# ئىشلەتكۈچىلەر سەمىگە :



ھەرقانداق كومپيۇتېر ۋەئېلكتاپ كۆرۈش
ئۈسكۈنىسىگە ماسلاشتۇرۇش ئۈچۈن باش مۇندەرىجە
ئېنگىلىزچە ،سۆزلۈكلەرئەرەپچە بىرىلدى ۋەھەربىر
بەت بېشدىكى سۆزلۈكلەر شۇبەتتىكى سۆزلۈكلەرگە
ۋاكالىتەن مۇندەرىجە قىلىندى مورفولوگىيەنى
ياخشى بىلىسگىزلا بىمالال ئىشلىتەلەيسىز.سەۋىيەمنى
ىڭ چەكلىك بولغانلىقى ئۈچۈن شۇنچىلىك
ئىشلىيەلىدىم خاتالىق بايقالساتۈزىتىپ قويۇشىڭلارنى
تۆۋەنچىلىك بىلەن سورايمەن ردال خير:

ئاخىردا بارلىق دوسلاردىن مۇئەللىپكە ۋەماڭا ۋەبۇئىشقا ياردەملەشكەن بۇرادىرىم ئا:غادۇئا
قىلىپ قويۇشىڭلارنى سەمىمى ئۈمىد قىىمەن ھەرقانداق يول بىلەن سېتىشقابولمايدۇ.ھەقسىز

مۇھەممەد سالىھ

# قاموس

## عربى – أويغورى

# ئەرەبچە-ئۇيغۇرچە چوڭ لۇغەت

شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى

# قاموس

## عربي ـ أويغوري

## ئەرەبچە ـ ئۇيغۇرچە چوڭ لۇغەت

تاليف:
البحاث الأستاذ محمد بن العلامة
داملا صالح الكاشغرى الأرتوجى

تۈزگۈچى : مۇھەممەد سالىھ

شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى

مەسئۇل مۇھەررىرى: مۇختار مامۇت
بېكىتكۈچىسى: خوجابدۇللا ئوسمان
مەسئۇل كوررېكتورى: ئەنىسە سالىھ
مۇقاۋىسىنى لايىھىلىگۈچى: ئەكبەر سالىھ

# ئەرەبچە - ئۇيغۇرچە چوڭ لۇغەت

تۈزگۈچى: مۇھەممەت سالىھ

*

شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى نەشر قىلدى
(ئۈرۈمچى شەھىرى جەنۇبىي ئازادلىق يولى №348)
شىنجاڭ شىنخۇا كىتابخانىسىدىن تارقىتىلدى
شىنجاڭ شىنخۇا باسما زاۋۇتىدا بېسىلدى
فورماتى: 787×1092 مىللىمېتىر 1/16
باسما تاۋىقى: 63.5 قىستۇرما ۋارىقى: 4
2002 - يىل 10 - ئاي 1 - نەشرى
2002 - يىل 10 - ئاي 1 - بېسىلىشى
تىرازى: 1—5,000
ISBN7—228—07561—7/H.355
باھاسى: 120.00 يۈەن

بسم الله الرحمن الرحيم

محمد حسني مبارك

من محمد حسني مبارك رئيس جمهورية مصر العربية

إلى السيد الأستاذ محمد صالح مدير المعهد الإسلامي بمدرسة أرومليش بإقليم سينكيانا بالصين

تقديراً لحميد صفاتكم وجليل خدماتكم، قد منحناكم

وسام العلوم والفنون من الطبقة الأولى

وأمرنا بإصدار هذه البراءة إيذاناً بذلك.

تحريراً بقصر الجمهورية بالقاهرة في اليوم السابع من شهر ربيع الأول

لسنة ألف وأربعمائة واثنتي عشرة من هجرة خاتم المرسلين

١٦ سبتمبر ١٩٩١

رئيس ديوان رئيس الجمهورية

زكريا عزمي



مۇئەللىپنىڭ 1991 - يىلى مىسىر زۇڭتۇڭى مۇھەممەد ھۇسنى مۇبارەك ئىسلام تەتقىقاتىدا ئالاھىدە تۆھپە ياراتقان ئون ئالىمنىڭ بىرى قاتارىدا تەقدىم قىلغان بىرىنچى دەرىجىلىك گە-لىمە - يەن ئوردېنىنى تاقاپ چۈشكەن سۈرىتى .



مۇئەللىپ 1990 - يىلى ماراكەشتە ئۆتكۈزۈلگەن رامىزان كېچىسى لېكسىيە يىغىنىغا قاتنىشىپ پادىشاھ ھەسەن II ھۇزۇرىدا ئەرەبچە يازغان قەسىدىسىنى ئوقۇماقتا .

مۇئەللىپ 1990 ـ يىلى پادىشاھ ھەسەن II گە ئۆز-
ىنىڭ ئىلمىي ئەمگەكلىرىنى تونۇشتۇرماقتا .



مۇئەللىپ 2000 ـ يىلى ئالمۇتادا ئۆتكۈزۈلگەن
خەلقئارالىق ئىسلام مەدەنىيىتى ئىلمىي مۇھاكىمە يىـ
غىنىدا ئىلمىي ماقالە ئوقۇماقتا .



مۇئەللىپنىڭ 1957-يىلى بېيجىڭدا دادىسى سالىھ داموللاھاجىم بىلەن چۈشكەن سۈرىتى

المؤلف مع والده في عام ١٩٥٧ م ببكين

## الإهداء

| | |
|---|---|
| كنتَ أستاذي وشيخي يا أبي | بك قد حقّقتُ أشهى مأربي |
| عشتَ في أعماق قلبي رائدا | لم يغِبْ ذِكراكَ عنّي يا أبي |
| عشتُ أيّام حياتي كلّها | مُسْعدًا مع ذكرك الْمُسْتعذبِ |
| والدي أنْجَبْتَني أورَثْتَني | عِزّة النّفس و حُسنَ الأدب |
| ولَقَدْ علّمتني نهجَ الهدى | و أنا في ذلك العهد صَبِي |

كنت فردا نابغا ربيتني ... في بنيك الكرماء النجب

وطموح النفس في نيل العلى ... في صعودي و هبوطي مركبي

والدي لم يبق في قلبي سوى ... قطف رمان النهى من طلب

ثم قرير العين بالميت من ... خلف ابنا عاش بين الكتب

إنما التصنيف والتأليف في ... دعوة الإسلام أسمى مطلبي

و كتاب الله قد فسرته ... مثلما ترجمت أقوال النبي

ها هو القاموس يبدو زاهيا ... مشرقا بين الورى كالكوكب

مرجع الطلاب نبراس النهى ... منبع العرفان عذب المشرب

معجم في دفتيه قد حوى ... كل لفظ منتقى منتخب

باسم روض المعاني فيه إذ ... نبت الزهر مكان العشب

شع نور العلم من أسطره ... فتسامى فوق هام الشهب

أشرق المعنى جليا بعد ما ... صار أحلى لفظه من ضرب

كل من طالعه يعجبه ... يا له من معجم مستعذب

قد بذلت الجهد في تأليفه ... طول عمري ذقت معنى النصب

يا لجفن لم يذق طعم الكرى ... ساهرا طول الليالي متعب

سهر أجهدني لكنني ... لا أبالي يا أخي بالتعب

إنني مستحسنا أهدي كتا ... بي لروح الوالدي المحتسب

كان حقا عالما علامة ... مفخر الأعلام سامي اللقب

كان محسانا كريما فاضلا ... أوحد العصر بعلم الأدب

كان رمز الصدق والإخلاص في ... كل أعماله عالي الحسب

مات مرحوما وقد فارقته ... من قضاء الله هل من مهرب

بمرور الدهر في أحفاده ... ذكره يملى بماء الذهب

كم من التأليف لم أكمله إذ ... شمس عمري أسرعت للمغرب

في متاهات الهوى مضطربا ... نعظم العمر مضى في اللعب

أأنا ضيعت أوقاتي سدى ؟ ... أم شياطين غدت تلعب بي ؟

جاء نظمي ناقصا لا أدعي ... لي كمالا في لسان العرب

كيف يرجى السبق في آدابه ... من أديب أويغوري النسب

محمد بن صالح

بسم الله الرحمن الرحيم

## مقدمة

الحمد لله الذى اختاراللغة العربية لغة للقرآن الكريم والصلاة والسلام على رسوله الأمين محمد خاتم النبيين وعلى آله و اصحابه أجمعين.

أما بعد، فقد توفر على خدمة لغة القرآن الكريم عدد كبير من العلماء في الماضي والحاضر. وقد دبت الى قلبي فكرة تأليف قاموس عربي - أويغوري منذ سنوات عديدة حرصا مني على سد الحاجة التي طالما شعرت بها وسط طلاب اللغة العربية الناطقين باللغة الاويغورية. فلجأت الى جمع عشرات الالاف من بطاقات المفردات العربية في مجرى ترجمتي معاني القرآن الكريم و الحديث الشريف و السيرة النبوية الى اللغة الاويغورية حتى ألفت أول ما ألفت «معجم وجيز عربي – أويغوري» قبل سنوات وبين دفتيه مفردات عربية أكثر شيوعا لكي يكون مرجعا لطلاب العربية في زماننا.ولكن ما ان خرج هذا المعجم الوجيز الى النور حتى تواردت الى رسائل من طلاب اللغة العربية والمثقفين واهل العلم وهم يلحون على بتأليف قاموس عربي -أيغوري لسد حاجتهم الماسة.زد على ذلك ان عددا من العلماء و أئمة المساجد لهجوا منذ وقت بعيد بحاجتهم المسيسة الى معجم غزير المادة وافرها.كل هذا هو سبب لإقبالي على تأليف القاموس المنشود رغما عن ضخامة المشروع وقلة خبرتي في هذا المجال.

فرأيت اني، اذا وفقت الى انجاز هذا المشروع الضخم، قد خدمت لغة القرآن الكريم خدمة جلى وأرضيت الامة آملا في ان يقابل أهل العلم هذه الخدمة بمزيد من الارتياح بشدة حاجتهم الى ذلك.واني لأرجو أن أكون قد وفقت فيما قصدت في محاولتي الفردية هذه.

وقد أمضيت سنوات عديدة في تأليف هذا القاموس مستعينا بالله سبحانه و تعالى.وكان من عادتي أن أتفانى في هذا العمل الشاق معتذرا عن الامور الروتينية.

قدِ انْقطعتُ عن الأعمال كلهمِ      فى البيت مُعْتزلاً أغلقتُ أبوابى
مازلت بالعلم والتأليف مشتغلا      هجرتُ أهلى و خِلّانى و أصحابى

وقد عانيت من النصب فى جمع مواد القاموس وترجمتها وشرحها وانا أتصفح أمهات المعاجم أناء الليل وأطراف النهار دون أن ادخر جهدا لاخراج القاموس الى حيز الوجود على خير وجه.

وتم تأليف هذا القاموس الثنائي اللغة تيسيرا لتعلم العربية من قبل الاويغوريين غير الناطقين بها.فتتمثل مزايا هذا القاموس في غزارة مواده و ضبط معاني مفرداته بوجه عام و في يسر استعماله بوجه خاص،لأن كلماته مرتبة حسب حروفها الثلاثة الأولى مما يلخص الباحث من الرجوع الى مصادرها و أصولها.واني

لأرجو أن أحرز قصب السبق في هذا المضمار و لكن الى اي حد سوف يلازمني التوفيق.

وكثيرا ما أستشهد في هذا القاموس بالأمثلة من الايات القرآنية والأحاديث النبوية والامثال القيمة والعبارات السياقية والتعابير العصرية استلهاما من أمثولة قائلة ‹بأن معجما بلا أمثلة جسم بدون هيكل عظمي› و الى جانب ذلك اضفت الى القاموس ملحقا مما يتيح لبعض القراء أن يجدوا منه ما يحتاجون اليه من المفردات.

وعلى هذا النحو تضخم القاموس في نهاية المطاف حتى أخرجته في مجلدين كبيرين. وما يدعوني الى السرور والفخر هو أن اضع القاموس العربي ـ الاويغوري بين أيدي القراء الاعزاء باعتباره اول قاموس من نوعه في ديارنا.

واكون شاكرا للقراء الاعزاء سلفا اذا تفضلوا بإبداء ملاحظاتهم في اختيار مواد اللغة أو في تهذيب معانيها أو في ايضاحها و الله ولي التوفيق والحمد لله أولا وآخرا.

وقد اعتمدت فى إعداد هذا المعجم على المعاجم العربية الآتية:

| | | |
|---|---|---|
| المعجم العربى الأساسى | : | جماعة من كبار اللغويين العرب |
| لاروس | : | خليل جر |
| مختار الصحاح | : | محمد بن أبي بكر |
| القاموس المحيط | : | فيروز آبادى |
| معجم مفردات ألفاظ القرآن | : | الراغب الأصفهاني |
| تاج اللغة وصحاح العربية | : | إسماعيل بن حماد الجوهري |
| القاموس الجديد للطلاب | : | مجموعة من المؤلفين |
| المعجم الوجيز | : | مجمع اللغة العربية |
| المنجد | : | الأب لويس معلوف |
| المعجم الوسيط | : | مجموعة من المؤلِفين |
| الرائد | : | جبران مسعود |
| مختار القاموس | : | طاهر احمد الزاوى |
| تاج العروس من جواهرالقاموس | : | مرتضى الزَّبيدى |
| معجم العربية الصينية | : | قسم اللغةالعربية فى جامعةبكين |

# تۈزگۈچىدىن

مۇنداق چوڭ ھەجىملىك ئەرەبچە - ئۇيغۇرچە لۇغەتنىڭ تۈزۈلۈشى تۇنجى قېتىملىق ئىش .

كۆپ يىللىق جاپالىق ئىشلەش ، ئەتراپلىق ئىزدىنىشنىڭ سەمەرىسى سۈپىتىدە بۇ لۇغەت ئاخىر روياپقا چىقتى .

بۇ لۇغەتنى تۈزۈشتە ئەھلى ئىلىملەر ، ئەرەب تىلىنى ئۆگەنگۈچىلەر ، ئەرەبچە كىتابلارنى مۇتالىئە قىلغۇچىلار ، ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتى ۋە ئىجتىمائىي پەن تەتقىقاتچىلىرى ئىچىدە مۇنداق لۇغەتكە ئېھتىياجى بولغانلارنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش مەقسەت قىلىندى . شۇنىڭدەك ، بۇرۇنلا شەكىللىنىپ ئەھلى ئىلىملەر تەرىپىدىن قوللىنىلىپ كېلىۋاتقان ، خەلق تىلىدىن يىراقلاشقان مەدرىس تىلىنى ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلى بويىچە قېلىپلاشتۇرۇشتا تۈرتكىلىك رول ئوينىشى كۆزدە تۇتۇلدى .

لۇغەتنى تۈزۈشتە نەچچە ئون يىل دىنشۇناسلىق بىلەن شۇغۇللىنىش ، ئىلمىي تەتقىقات ئېلىپ بېرىش ۋە ئىسلام دىنىنىڭ بىر قىسىم نوپۇزلۇق كلاسسىك كىتابلىرىنى تەرجىمە قىلىش ئەمەلىيىتىم جەريانىدا توپلىغان كارتلارنى ئاساسىي مەنبە قىلىشتىن تاشقىرى ، لۇغەتكە ھازىرقى زامان ئەرەب ئەدەبىي تىلىدا كەڭ قوللىنىلىۋاتقان ھەرقايسى ساھەلەرگە ئائىت ، مەزمۇن دائىرىسى كەڭ سۆزلۈكلەر كۆپلەپ كىرگۈزۈلدى . ئەرەب تەمسىلىدە « مىسالسىز لۇغەت قۇرۇق ئىسكىلىتقا ئوخشايدۇ » دېيىلگىنىدەك ، سۆزلەرنىڭ ئىشلىنىدىغان ئورۇنلىرىنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن نۇرغۇن مىساللار بېرىلدى . مىساللارنىڭ كۆپرەكى خىلمۇ خىل مەزمۇندىكى ئۆلچەملىك ، راۋان ئىبارە - جۈملىلەر ، تەمسىل - ماقالىلار بولۇش بىلەن يەنە ئايەت ، ھەدىسلەردىنمۇ خېلى كۆپ مىساللار ئېلىندى . سۆزنىڭ مەنىسىنى ئوخشىمىغان نۇقتىلاردىن چۈشەندۈرۈش يۈزىسىدىن بىر قىسىم سۆزلەرگە بىردىن ئارتۇق مىسال بېرىلدى . مىساللار دېگۈدەك تەرجىمىلىرى بىلەن قوشۇپ بېرىلدى . مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا ، بۇ لۇغەت تەرجىمىنى قانداق ئىشلەش ۋە تەرجىمە سەۋىيىسىنى ئۆستۈرۈش جەھەتلەردىمۇ كىتابخان ئۈچۈن ياخشى يېتەكچى بولالايدۇ . ئەرەب تىلى لېكسىكىسى ناھايىتى مول ، لۇغەت تەركىبىدىكى قەدىمكى سۆزلەرنىڭ مەنىلىرى تىل تەرەققىياتى جەريانىدا كېڭىيىپ بارغان . مانا بۇ ئەرەب تىلىنىڭ راۋاجلىنىش تارىخىدىكى بىر خۇسۇسىيەت بولۇپ ، لۇغەتتە شۇنداق سۆزلەرنىڭ يېڭى - كونا مەنىلىرىنىڭ ھەممىسى چۈشەندۈرۈلدى .

دەسلەپتە ، لۇغەتنى ئوتتۇرا دەرىجىلىك بىر جىلدلىق قىلىپ تۈزمەكچى بولغان بولسامۇ ، نۆۋەتتىكى ئېھتىياجنى كۆزدە تۇتۇپ ، لۇغەتكە كىرگۈزۈلگەن سۆزلەملەرنىڭ دائىرىسى كېڭەيتىلدى . بېرىلگەن مىساللار كۆپەيتىلدى . شۇنىڭ بىلەن لۇغەت تېخىمۇ بېيىدى . ھەجمى زورىيىپ ، ئۇنى ئىككى جىلد قىلىپ ئىشلەشكە توغرا كەلدى . لۇغەتكە كىرگۈزۈلگەن سۆزلەملەر ۋە مىساللارنىڭ توغرا تەلەپپۇز قىلىنىشىنى كاپالەتلەندۈرۈش ئۈچۈن ، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئاستى - ئۈستى تەرەپلىرىگە ئەرەب تىلىغا خاس تاۋۇش بەلگىلىرى بولغان ھەرىكەلەر قويۇلدى . بۇ ئىش لۇغەتنى تۈزۈش ، كومپيۇتېردا ئۇرۇش ، سېلىشتۇرۇش

جەھەتلەردىكى مەشغۇلات سالمىقىنى زور دەرىجىدە ئېغىرلاشتۇرىۋەتتى . تىل لۇغىتى تۈزۈش-نىڭ ئۆزى ئىنتايىن جاپالىق ، نازۇك ئىلمىي ئىش . ئەرەب تىلىدىن ئۇيغۇر ئەدەبىي تىلىغا تەرجىمە قىلىنغان ئەسەرلەرنىڭ يوق ھېسابتا بولغانلىقى ، بۇ جەھەتتە پايدىلىنىش ماتېرىيالى بولالمىغۇدەك بىرەر ئۆلگىنىڭ بولماسلىقى ئەرەبچە - ئۇيغۇرچە قوش تىللىق لۇغەت تۈزۈشنىڭ تېخىمۇ قىيىن ۋە مۇرەككەپ بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ تۇرۇپتۇ .

لۇغەت ئىشلەش جەريانىدا شۇنى ھېس قىلدىمكى ، تۇتۇنغان ئىشىمنىڭ قىيىنلىق دەرى-جىسى مېنىڭ ئويلىغىنىمدىنمۇ ئېشىپ چۈشتى .

مەشھۇر يازغۇچى، چوڭ ھەجىملىك ئىنگلىز تىلى لۇغىتىنىڭ تۈزگۈچىسى جونسون مۇنداق دېگەن: «ئەسەر يازغانلار كىشىلەرنىڭ ئالقىشىغا ئېرىشىشنى ئۈمىد قىلىدۇ، ئەمما لۇغەت تۈزگەن ئادەم ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئۇ كىشىلەرنىڭ ئەيىبلەشلىرىدىن قۇتۇلالىسا چوڭ گەپ». لۇغەت تۈزۈشتە ئۇنى بىر يولىلا مۇكەممەل قىلىپ كەتكىلى بولمايدۇ. ئۇنىڭدا يا ئۇنداق، يا مۇنداق مەسىلىلەرنىڭ ساقلىنىشىدىن خالىي بولۇش تەس .

مەشھۇر قەلەم ساھىبى ئىمادۇددىن ئىسفاھانى مۇنداق دېگەن : « كىشى بۈگۈن كىتاب يېزىپ چىقىپ ئەتىسىلا ، بۇ يەرنى ئۆزگەرتكەن بولسام ياخشى بولىدىكەن ، بۇنى قوشقان بولسام قارشى ئېلىنىدىكەن ، بۇ نۇقتىنى ئالدىدا بايان قىلسام بوپتىكەن ، بۇنى چىقىرىۋەتكەن بولسام بەلەن بولاتتىكەن ، دېگەن سۆزلەرنى قىلىدۇ . مانا بۇ ئىنسانىنىڭ قىلغان ئىشىنىڭ ھامان نۇقساندىن خالىي بولمايدىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ . »

بۇ لۇغەتنى ئىشلەش جەريانىدا ، شىنجاڭ دىنى ئىسلام ئىنستىتۇتى رەھبەرلىكى ھەرجە-ھەتتىن قوللاپ - قۇۋۋەتلىدى . شىنجاڭ دىنى ئىسلام ئىنستىتۇتى مۇدەررىسلىرىدىن قۇدرىتىل-لا ھاجى ، تاھىر ھاجى ، ئوسمان ھاجى ، قەمەردىن ھاجى ، قۇربانجان يۈسۈپ قاتارلىقلار لۇغەت-نى رەتلەش ، سىلىقلاشتۇرۇش ، تولۇقلاش ، كۆچۈرۈش جەھەتلەردە يېقىندىن ياردەمدە بولدى . سۆزلەملەر ۋە مىساللارنى ئۇيغۇرچىغا تەرجىمە قىلىشتا قىزىم نەزىرە ياردەملەشتى . ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە تەشەككۇر ئېيتىمەن . بۇ لۇغەت ھەۋەسكارلىرى ئۈچۈن ياخشى ھەمراھ ، سادىق دوست ، ئايرىلماس ئۈلپەت بولۇپ قالغۇسى . لۇغەتنى رەتلەش ، تۈزىتىش ۋاقتىنىڭ زىچ بولغانلىقى ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئوقۇرمەنلەر جىددىي ئېھتىياجلىق بولغانلىقى ئۈچۈن ، لۇغەت-نىڭ تېزرەك چىقىشىنى سۈيلەپ ، پېقىرنى ئالدىرىتىشى بىلەن لۇغەتتە بەزى خاتالىق ۋە سەۋەنلىكلەرگە يول قويۇلغان بولۇشى مۇمكىن . كېيىنكى نەشرىدە تولۇقلىنىشى ئۈچۈن كەڭ ئوقۇرمەنلەرنىڭ قىممەتلىك پىكىرلىرىنى تەقدىم قىلىشىنى ئۈمىد قىلىمەن .

## لۇغەتنىڭ تۈزۈلۈشى ۋە ئۇنىڭدىن پايدىلىنىش ئۇسۇلى

ئوخشىمىغان سەۋىيىدىكى كىتابخانلارنىڭ ئېھتىياجلىق سۆزلەرنى ئاختۇرۇپ تېپىشىغا ئوڭايلىق بولۇشى ئۈچۈن ، سۆزلەرنىڭ يىلتىزى (مصدر) ئاساس قىلىنماي، بەلكى باش ھەرپى ئاساس قىلىنىپ، سۆزلەر ئەرەب ئېلىپبەسى تەرتىۋى بويىچە تىزىلدى. مەسىلەن: (مَدْرَسَة) (د) ھەرپىدە ئەمەس ، (م) ھەرپىدە، (تَدَارَسَ) (د) ھەرپىدە ئەمەس، (ت) ھەرپىدە، (دَرَسَ) بولسا (د) ھەرپىدە بېرىلدى .

1 . (ا) ئەلىف ساكىنلىق كەلسە (ا) ئەلىف ، ساكىنىدىن باشقا ھەرىكە بىلەن كەلسە (ء) ھەمزە ھېسابلىنىدۇ. لۇغەت تەرتىۋىدە ئالدى بىلەن (ا) ئەلىف، ئاندىن (ء) ھەمزە تىزىلدى .

2 . سۆزلەرنىڭ 3 ـ ھەرپى (ء) ھەمزە بولۇپ ، (فاعل) ۋەزنىدە كەلگەن ئىسىملار يېڭى ئۇسلۇبتا تۈزۈلگەن ئەرەبچە لۇغەتلەردىكى تەرتىپ بويىچە 3 ـ ھەرپى (ي) بولغان سۆزنىڭ ئالدىغا قويۇلدى . مەسىلەن : الحائم ، الحايِكە ئوخشاش .

3 . تۈپ سۆزلەر باشلاپ كەلگەن قوشۇمچە سۆزلەر رەت تەرتىۋى بويىچە تۈپ سۆزلەرنىڭ ئاخىرىغا بېرىلدى .

4 . سۆزلەرنىڭ باش ھەرپى ئېلىپبە تەرتىۋى بويىچە بېرىلىشتىن تاشقىرى ، سۆزلەرنىڭ 2 ـ ، 3 ـ ھەرپلىرىدىمۇ رەت تەرتىۋى ھېسابقا ئېلىندى . مەسىلەن : ثأج، ثئد، ثأَر، ثبت، ثبج، ثبر قاتارلىقلار.

5 . ئايرىم سۆزلەرنى ھېسابقا ئالمىغاندا ، ئالدىدا پېئىللار ، ئاندىن ئىسىملار بېرىلدى . پېئىللارنىڭ تەرتىۋىدە ئالدىدا (فعل ماضى) ئاندىن (فعل مضارع) ئاندىن (مصدر) بېرىلىپ، پەقەت ئۆتكەن زامان پېئىلىنىڭ تەرجىمىسى بېرىلدى .

6 . مىسالى بېرىلگەن (مصدر) لەرنىڭمۇ سۆزلەر قاتارىدا تەرجىمىسى بېرىلدى .

7 . ئاھاڭداش سۆزلەر ئايرىم سۆزلەر قاتارىدا ئىزاھلاندى .

8 . ئايرىم ئىشلىتىلمەي ، سۆز بىرىكمىلىرىدىلا كېلىدىغان سۆزلەر ئايرىم ئىزاھلانـ ماي ، سۆز بىرىكمىسى ئىچىدە ئىزاھلاندى .

9 . لۇغەتتىكى سۆزلەرنىڭ مەنىسى بىرلىككە كەلگەن ئاتالغۇ شەكلىدە بېرىلىش بىلەن بىللە ، يەنە بىر قىسىم سۆزلەرنىڭ مەنىسى يەشمە ئىزاھ شەكلىدە بېرىلدى .

10 : رجل، شخص، عمل، أمر، شيء قاتارلىق سۆزلەر، باش ماددا بولۇپ كەلگەن

پېئىللارنىڭ پائىلى ياكى مەفئۇلى بولۇپ كەلسە ، ئۇلار تەرجىمىدە بېرىلمىدى . مەسىلەن :
جَاءَ الشَّخْصُ: كەلدى . ظهرالأمرُ: ئايدىڭلاشتى . تَمَّ الْعملُ: تۈگىدى .

11 . ئەرەبچە سۆزلەملەر بىلەن تەرجىمىسى ئارىسىغا قوش چېكىت قويۇلدى .

12 . مىساللار قوش تىرناق ئىچىگە ئېلىنىپ ، قوش چېكىت قويۇلغاندىن كېيىن تەرجىمىسى تىرناقسىز بېرىلدى .

13 . قۇرئان ئايەتلىرى ۋە ھەدىسلەردىن ئېلىنغان مىساللارنىڭ ئاخىرىدىكى ‹قرآن› ‹حديث› سۆزلىرى تىرناق ئىچىگە ئېلىندى .

14 . ئەرەبچە بولسۇن ، ئۇيغۇرچە بولسۇن ، ئەسكەرتمە ، چۈشەندۈرۈش خاراكتېرلىك ئىزاھاتلار تىرناق ئىچىگە ئېلىندى .

15 . ئەرەبچە سۆزلۈكلەر ۋە مىساللارنىڭ ھەممىسى چوشراق قارا خەت بىلەن بېرىلدى .

16 . لۇغەتتىن پايدىلانغۇچىلارغا ئەپلىك بولۇشى ئۈچۈن ، مەنىداش سۆزلەرنىڭ مەنىسى بىر - بىرىگە ھاۋالە قىلىنماي ، ئۆز نۆۋىتىدە بېرىلدى .

17 . تەڭداش مەنىلىك سۆزلەر پەش بىلەن ، مەنىلىرىدە پەرق بار سۆزلەر چېكىتلىك پەش بىلەن ئاجرىتىلدى .

18 . سۆزلەرنىڭ جمع ( كۆپلۈك ) شەكلى «ج» بەلگىسى بىلەن ، مؤنث ( چىشى ، ئايال جىنسىغا مەنسۇپ ) شەكلى «م» بەلگىسى بىلەن بېرىلدى .

19 . فِعل مُضَاعَف ( تەكرار ھەرپلىك پېئىل ) ‹تَشْدِيد› لىك ئوقۇلىدىغان ھەرپكە ئىككى ھەرپ بويىچە مۇئامىلە قىلىندى . شۇنىڭ بىلەن ، ئۇ ھەرپ ئۆز نۆۋىتىدە ئۆز ئارا ئورنىغا قويۇلدى . مەسىلەن : ‹دَرَسَ› سۆزى ‹دَرَّسَ› سۆزىنىڭ ئالدىغا قويۇلدى .

## كىتابخانغا

مۇھەممەد سالىھ

كىتاب - قەغەز ، سۆيۈملۈكتۈر ماڭا ھەر جايدا يار بولسا ،
نادانلار ئالدىدا قەغەز - قەلەم بىئېتىبار بولسا .

كىتابقا ئاشىنا بولدۇم ئىلىمنىڭ پەيزىنى سۈردۈم ،
سۆيۈنمەمدۇ كىشى دىلدىن بەخت ئىقبالغا يار بولسا .

بىلىم ئىشقىدا يانغانمەن بولۇپ مانەندە پەرۋانە ،
يۈرەكتىن سۆيگىنىم سۆيگەن كىتابتەك خۇش نىگار بولسا .

قەلەم - قەغەز بىلەن سىرداش بولۇپ خىلۋەتتە ئۈن - تىنسىز ،
نى كۈيلەر كۈيلىمەس ئىنسان بىلىمگە دىل خۇمار بولسا .

گۆدەكلىك چاغلىرىمدىنلا بىلىمگە مەھلىيا بولدۇم ،
دەمى ئايرىلمىقىم مۈشكۈل ، بىلىمدەك گۈلئۈزار بولسا .

ئارامگاھىم كىتابىمدۇر ئۇنىڭسىز ھېچ ئارامىم يوق ،
ئارامبەخش قۇرلىرى دىللار ئارا چاقناپ تۇرار بولسا .

سۈكۈناتتا چۆمۈلگەن كائىنات تۈن ئىچرە مەن تەنھا ،
نە تەنھا ئۈلپىتىم دىلكەش كىتابىم ياندا بار بولسا .

بولۇپ خىلۋەتتە كۈلبەم ئىچرە مەزھەر جىلۋە ئى جانان ،
نە جانان ھەر ۋەرەقتىن يۈز تەجەللى ئاشكار بولسا .

تىنىمسىز ئىنتىلىش روھى راۋانىمدۇر بەدەن ئىچرە ،
خىرەد ئەھلىگە خاس غەيرەت دىلىمدا جۇش ئۇرار بولسا .

نېسىپ بولماس كىشىگە نوكتىدانلىق ئەجىر - مېھنەتسىز ،
كېچىپ ۋاز ئىستىقامەتتىن بىھۇش ئۇخلاپ ياتار بولسا ،

پاراغەت ئىستىراھەتتىن كېچىپ تىنماي ئۆگەنمەستىن ،
قىلىپ غەپلەتتە ئاغرىنما بىلىم سەندىن قاچار بولسا .

جاھالەت دەشتىدىن قاچتىم بەدەر نۇرانە يول ئىزدەپ ،
كامالەت ۋەسلىگە يەتكەي كىشى ھەق يول تاپار بولسا .

نادانلىق بىرلە ئاڭسىزلىق كىشىگە بىداۋا دەردتۇر ،
نە قىلغاي دىل كۆزى كور بىداۋا دەردكە دۇچار بولسا .

ئىلىم ئەھلى ماكان تۇتتى كامالەت تەختىدە ھەرچاغ ،
ئىلىمسىزلار زەبۇنلۇقتا پېقىرۇ خاكسار بولسا .

زۇھور ئەيلەپ ئەدەم سەھراسىدىن يېگانە بىر قامۇس ،
تەبەسسۇم ئەيلەبان ناز ئىلكىدە سىزگە باقار بولسا .

ئېچىلغاي زەر چېچىلغان مەنىلەردىن توزۇماس گۈللەر ،
نەخۇشتۇر رەڭمۇ رەڭ گۈللەر مۇئەتتەر ھىد چاچار بولسا .

ئارامبەخش باغچىدۇر قامۇس ئېچىلغان غۇنچىدۇر ھەرسۆز ،
تۇرارمۇ يايرىماي دىللار چىمەنلىك مۇرغىزار بولسا .

بولۇر ھەل مۇشكۇلاتلار دەرمەھەل قامۇسنى ئاختۇرساڭ ،
كۆڭۈل رىشتىڭ ئۇزۇلمەستىن كىتابقا باغلىنار بولسا .

دىماغلار يايرىغاي يىلداپ مۇئەتتەر ھىد ئېلىپ ھەردەم ،
شامال تارقاتقىنى بەدبۇي ئەمەس خۇشبۇي ئىپار بولسا .

كىتاب كۆرسەڭ مۇھەييادۇر قولۇڭدا رەھنەما قامۇس .
داۋان ئاشماق بولۇر ئاسان يولۇچى شەھسۇۋار بولسا .

لاتاپەت بابىدا يەكتا لۇغەتلەر غۇنچە رەناسى ،
تولۇپ ھېكمەتكە ھەرقۇر شۇنچە چوڭقۇر مەنىدار بولسا .

يېزىپ ھەر سۆزنى مىڭ دەڭسەپ دۇرۇس مەنانى قوغلاشتىم ،
قىزىقمايدۇ خېرىدارىڭ مېلىمىڭ ئۆتمەس تاۋار بولسا .

قانات قاقتاي خىيال كەپتەرلىرىم ئۆرلەپ ساما ئۆزرە ،
قەلەم جەۋلان قىلىپ ئىلھاملىرىم سەلدەك تاشار بولسا .

لۇغەتتۇر يار دىلخاھى ئۇنى سەن تۇتىيا بىلگىن ،
بولۇپ شوتا نىشانغا ئۆرلىمەككە ئەسقاتار بولسا .

خىرام ئەيلەيدۇ قۇرلار ئىچرە سۆزلەم ئىشىۋە ناز بىرلە ،
نە خۇش زېھنىڭنى سۆزلۈكلەر قۇياشتەك يورۇتار بولسا .

ئىلىم سەھراسىنى كەزگىن بولۇپ قامۇسقا چىن مەپتۇن ،
ئويۇن سەيناسىدا يۈرمەك خالايىق ئىچرە ئار بولسا .

بۇدۇر ئابى ھايات يا ئابى كەۋسەردۇر ئوقۇر تەھسىن ،
ئىلىم تەشناسى چاڭقاقلار ئىچىپ كەۋسەر قانار بولسا .

تامامىلانماي تۇرۇپ قامۇس قاچان كۆڭلۈم تاپار تەسكىن ،
كىتابخان تەلمۈرۈپ تېزرەك كۆرۈشكە ئىنتىزار بولسا .

ئوقۇرمەن زوقلىنىپ خۇشتار بولۇر ھەرچاغدا قامۇسقا ،
تىرەن مەنالىدىن ھەربەتتە ئاھۇلار شىكار بولسا .

خىيالىم كەزدى مەنالەر بابابانىنى تىنماستىن ،
ساڭا يەتمەمدۇ ھەر بەت ئىچرە مول مەنا ياتار بولسا .

ھۇمايۇن قۇشلىرى قونغاي بىشىغا تۆھپىكارلارنىڭ ،
ئۇلاردا ئىجتىھات ، غەيرەت ، ئىرادە ، ئىقتىدار بولسا .

تالاي يىللار رىيازەتتە ئىلىم گىردابىدا ئۈزدۈم ،
جاۋاھىرلار سۈزۈپ تىنماي ، غەرەز دۇرلار نىسار بولسا .

كىشى ئاجىز ئىكەن زەپمۇ نەپەستىن قالسا يوق ئىنسان ،
ھاياتتۇر كەتسىمۇ ئىنسان ھەقىقىي تۆھپىكار بولسا .

بىرىلدىم ئىلمۇ ئىرپانغا بوشاشماي ئىزدىنىپ شۇنچە ،
نىشانغا يەتمىگەي ئىنسان يۈرەردە بىمادار بولسا .

لۇغەت مەستانىسى بولدۇم چېكىپ كۆپ رەنجۇ مېھنەتلەر ،
يېنىڭدىن ئايرىما ھەرگىز لۇغەت قۇتلۇق تۇمار بولسا ،

چاچار بەتلەر ئارا دۈردانە سۆزلۈكلەر جۇلاسىنى ،
تېپىپ قامۇستا چىن مەنا بۆلەكتىن جانلىنار بولسا .

تەپەككۇر قۇشلىرىم ساقى بولۇپ خۇش پەيتتە قوش قوللاپ ،
ۋىسال جامىغا شەربەت تولدۇرۇپ بىردەك تۇتار بولسا .

پاچاقلاپ مۇشكۇلاتلارنى بولۇرمەن شىرى يەزدانىدەك ،
سىزەرمەن مىڭ ھۇزۇر دىلدىن توساقلار تارمار بولسا .

مۇئەممالار بەسى كۆپ دۇچ كېلەر ماڭدامدا بىر مۇشكۇل ،
نىھان سىرلار ئايان بولماس كۆڭۈللەر بىقارار بولسا .

شاياتونلار بولۇرمىش خەستە دىللار ئاھىغا بائىس ،
ئەقىل ئىدراكقا گۇمراھلىق يېتىپ يولدىن ئازار بولسا .

پەرى پەيكەر بولالماس دىلبەرى ئەييارە ناز ئەيلەپ ،
ئوقۇپ ئەپسۇن دەمادەم ئىشقى بازارىدا زار بولسا .

يورۇقتۇر ھەرزامان كۆڭلۈم ئۆيى خۇرشىدى تابانىدەك ،
تىلەكلەر ھەل بولۇر بېشەك كۆڭۈللەر بىغۇبار بولسا .

بولۇرمەن گاھى ناشاد ، گاھى شاد باشىمدا مىڭ سەۋدا ،
جاھان غەۋغالىرىدىن بىباھا ئۆمرۈم بىكار بولسا .

كېتەر يىللار ئۆتەر ئايلار پەسىللەر ئالمىشىپ بىر-بىر ،
نەۋا ئەيلەر ھامان بۇلبۇل خازان بولماس باھار بولسا .

چېچەكلەپ بەختۇ ئىقبالىم ھاياتىم مەنىلىك ئۆتكەي ،
ۋەتەن ئەل ئىشقى قەلبىمدە بولۇپ ئاتەش يانار بولسا .

دىيارىم قەرزى زىممەمدە ئۆمۈرۋايەت ئادا بولماس ،
ھېلىمغۇ تەندىكى بىر جان تۈمەنمىڭ جان نىسار بولسا .

بىكاردۇر ئەلگە خىزمەتسىز بىھۇدە ئۆتكۈزۈپ چاغنى ،
تەبەسسۇم ئىلكىدە دەۋران سۈرۈپ مىڭ يىل ياشار بولسا .

ئۆمۈر يۇلتۇزلىرىم ساقىپ تۈگەپتۇ بەرق ئۇرۇپ بىر-بىر،
مۆكۈنگەي كۆكتىكى ئەختەر كېتىپ شەب، گەر، نەھار بولسا .

قاراپ باقسام تۇرۇپتۇ كۆز ئوڭۇمدا شۇنچە كۆپ ماۋزۇ،
نىتەي ساقىندى ئۆمرۈمدە قەلەم چارچاپ يازار بولسا .

بىرلىگەي ئىلمۇ ئىرپانغا قەدەمدە قالدۇرۇپ بىر ئىز،
كىمىكى روھى ئەجدادلارغا بەرھەق ئىز باسار بولسا .

كىتاب يازدىم ئۇمىد شۇكى جاھاندا قالدۇرۇپ كەتسەم،
نىشانەم قالسا ئەۋلادلارغا مەندىن يادىكار بولسا .

تەمەيىم يوق مۇكاپاتتىن پەقەت ئالەمچە بەختىمدۇر،
ئىشىم مەقبۇل بولۇپ دىللاردا نامىم يادلىنار بولسا .

# الحروف الهجائية

| | | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|
| ا | ب | ت | ث | ج | ح | خ |
| د | ذ | ر | ز | س | ش | ص |
| ض | ط | ظ | ع | غ | ف | ق |
| ك | ل | م | ن | ه | و | ي |

## مۇندەرىجە



**آبَ يَؤُوبُ أَوْبًا وَمَآبًا:** قايتتى، ياندى، قايتىپ كەلدى.

**آبَ إِلَى اللّٰهِ:** ئاللاھقا تەۋبە قىلدى.

**آب:** ئاۋغۇست.

**«سَوْفَ يُعْقَدُالإِجْتِمَاعُ فِى آبِ الْقَادِمِ»:** يىغىن ئالدىمىزدىكى ئاۋغۇستتا ئېچىلىدۇ.

**آبِدٌ:** ياۋايى، كۆندۈرۈلمىگەن، ۋەھشىي، ياۋۇز.

**آبِدَةٌ ج أَوَابِدُ:** تۇرغۇن قۇشلار، قىش - ياز بىر جايدا ياشايدىغان قۇش؛ ياۋايى ھايۋان؛ كىشىنى چۆچۈتىدىغان چوڭ ئىش، مەڭگۈ ئەسلىنىپ تۇرىدىغان چوڭ ۋەقە؛ چەتتىن كىرگەن سۆز؛ مەڭگۈلۈك نەرسە، قەدىمكى قەبرە بويۇمى.

**أَوَابِدُ الشِّعْرِ:** ئوخشىشى يوق قالتىس شېئىر.

**أَوَابِدُ الْكَلَامِ:** ئاجايىپ - غارايىپ سۆزلەر.

**آبٍ ج آبُونَ و أُبَاةٌ أَبَّاءٌ:** باش تارتقۇچى، رەت قىلغۇچى، نارازى بولغۇچى.

**آبِقٌ ج أُبَّاقٌ و أُبَّقٌ:** قاچقۇچى قۇل، قاچقۇن قۇل؛ قاچقۇچى، قاچقۇن.

**آتَى يُؤْتِي إِيْتَاءً:** بەردى، ئاتا قىلدى.

**آتَى الزَّكَاةَ:** زاكاتنى بەردى، زاكاتنى ئادا قىلدى.

**«وَآتَى الْمَالَ عَلَى حُبِّهِ ذَوِى الْقُرْبَى وَالْيَتَامَى وَالْمَسَاكِينَ» «قرآن»:** ئاللاھنى سۆيۈش يۈزىسىدىن خىش - ئەقرىبالارغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە . . . پۇل - مال ياردەم بەردى.

**«فَآتُواهُنَّ أُجُورَهُنَّ فَرِيضَةً» «قرآن»:** ئۇلارغا بېكىتىلگەن مەھرلىرىنى بېرىڭلار.

**«قَالَ لِفَتَاهُ آتِنَاغَدَاءَنَا» «قرآن»:** مۇسا ياش خادىمغا: «ئەتىگەنلىك تامىقىمىزنى ئېلىپ كەلگىن» دېدى.

**«لَمْ تُؤْتِ الثَّمَرَةُ أُكُلَهَا»:** مېۋە بولمىدى، ھوسۇل بەرمىدى.

**«آتَى الشَّيْءُ لَهُ»:** ئۇ ئوڭۇشلۇق بولدى، قولايلىق بولدى.

**آتَتْهُ الْفُرْصَةُ:** پۇرسەت كەلدى.

**آتَى يُؤَاتِي مُؤَاتَاةً عَلَى الأَمْرِ:** قوشۇلدى، ماقۇل كۆردى، ئۇنىدى.

**آتٍ:** كەلگۈچى، يېتىپ كەلگۈچى؛ كېلەركى.

**اَلشَّهْرُ الآتِي:** كېلەركى ئاي، كېلەر ئاي.

**اَلْآتِي ذِكْرُهُ:** ئۇ تۆۋەندىكىچە بايان قىلىنىدۇ.

**اَلْآتِي بَيَانُهُ:** تۆۋەندىكىدەك چۈشەندۈرۈلىدۇ.

**كَمَا هُوَالْآتِي:** تۆۋەندىكىدەك، تۆۋەندىكىچە.

**اَلْأَجْيَالُ الْآتِيَةُ:** ئۇرۇق - ئەۋلاد، كەلگۈسى ئەۋلادلار.

**عَلَى وَجْهِ الْآتِيَةِ:** تۆۋەندىكىدەك.

**فِى الْأُسْبُوعِ الْآتِي:** كېلەر ھەپتە.

**اَلْأَشْخَاصُ الْآتِيَةُ أَسْمَاؤُهُمْ:** ئىسمى بايان قىلىنىدىغان كىشىلەر.

**آثَرَ يُؤْثِرُ إِيْثَارًا عَلَى كَذَا:** تاللىدى، خالىدى، ئارتۇق بىلدى.

**«وَيُؤْثِرُونَ عَلَى أَنْفُسِهِمْ وَلَوْكَانَ بِهِمْ خَصَاصَةٌ» «قرآن»:** ئۇلار موھتاج تۇرۇقلۇق (مۇھاجىرلارنىڭ مەنپەئەتىنى) ئۆزلىرىنىڭ (مەنپەئەتىدىن) ئەلا بىلىدۇ.

**«إِنْ هُوَ إِلاَّ سِحْرٌ يُؤْثَرُ» «قرآن»:** بۇ پەقەت ئۆگىنىلگەن سېھىردۇر.

**«بَلْ تُؤْثِرُونَ الْحَيَاةَ الدُّنْيَا» «قرآن»:** سىلەر دۇنيادىكى تىرىكچىلىكنى ئارتۇق كۆرىسىلەر.

**«آثَرَ أَنْ يُوَاصِلَ دِرَاسَتَهُ الْعَالِيَةَفِى الْخَارِجِ»:** ئالىي مەكتەپتە ئوقۇشنى چەت ئەلدە داۋاملاشتۇرۇشنى ئارتۇق بىلدى.

**آثَارٌ:** ئەسەر، ئىز، ئاسار - ئەتىقە؛ داغ.

أَزَالَ آثَارَ الْعُدْوَانِ: تاجاۋۇزچىلىق قالدۇقلىرىنى تۈگەتتى.

«إِنَّا نَحْنُ نُحْيِ الْمَوْتَى وَنَكْتُبُ مَاقَدَّمُوا وَآثَارَهُمْ» (قرآن): شۈبھىسىزكى بىز ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرىمىز، ئۇلارنىڭ (دۇنيادا) قىلغان ئەمەللىرىنى ۋە ئىشلىرىنى خاتىرىلەپ قويىمىز.

اَلْآثَارُ الْمَادِّيَّةُ: ماددىي دەلىل - ئىسپات، ماددىي پاكىت.

عِلْمُ الْآثَارِ الْقَدِيْمَةِ: ئارخېئولوگىيە.

آثَارُ الْمُؤَلِّفِ: ئاپتورنىڭ ئەسەرلىرى، ئاپتورنىڭ قىلغان ئىشلىرى.

دَارُ الْآثَارِ: مۇزېي.

تَخْرِيْبُ الْآثَارِ الْقَدِيْمَةِ: قەدىمىي مەدەنىي يادىكارلىقلارنى ۋەيران قىلىش.

أَثَّمَ يُؤَثِّمُ إِيْثَامًا فُلاَنًا: گۇناھقا باشلىدى، گۇناھقا يېتەكلىدى.

آثِمٌ ج أَثَمَةٌ: گۇناھكار، جىنايەتچى، ياۋۇز، قولاق كەستى.

«وَلاَتُطِعْ مِنْهُمْ آثِمًا أَوْكَفُورًا» (قرآن): ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ھېچبىر گۇناھكارغا ياكى كۇفرىلىق قىلغۇچىغا بويسۇنمىغىن.

آجَرَ يُؤْجِرُ إِيْجَارًا: ئىجارىگە بەردى؛ مۇكاپاتلىدى.

«آجَرَهُ الدَّارَ وَنَحْوَهَا»: قورۇ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنى ئىجارىگە بەردى.

«آجَرَ الدَّارَ مِنَ الشَّرِكَةِ»: ئۇ شىركەتتىن قورۇنى ئىجارىگە ئالدى.

آجَرَ يُؤَاجِرُ مُؤَاجَرَةً الرَّجُلَ: ياللىدى، ياللاپ ئىشلەتتى.

آجِرٌ: خوجايىن، ياللىغۇچى.

آجُرَّةٌ ج آجُرٌّ: خىش، پىششىق خىش، كېسەك.

آجُرُّومِيَّةٌ: گرامماتىكا، گرامماتىكا قائىدىلىرى.

اَلْآجِلُ. اَلْآجِلَةُ: ئاخىرەت، قىيامەت كۈنى، ئۇ دۇنيا.

آجِلاً أَوْ عَاجِلاً: ئاخىر بىر كۈنى، ھامان بىر كۈنى، بەربىر، قاچانلا بولمىسۇن.

مَاءٌ آجِنٌ: تۇختام سۇ، سېسىق سۇ.

آحٌ: تۇخۇم ئېقى؛ سۇس ھاۋارەڭ.

آحَادٌ: تاق سانلار، بىرلەر خانىسى، بىرىنچى خانە.

آحَادُ النَّاسِ: ئادەتتىكى ئادەملەر، پۇقرا.

خَبَرُ حَدِيْثِ الْآحَادِ: بىر ئادەمدىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىس.

مَرْتَبَةُ الْآحَادِ (فِي الْحِسَابِ): بىرىنچى خانە، بىرلەر خانىسى.

آخٌ: ئاھ - ۋاھ، ۋوي خودايىمەي، ۋاي خودايىم.

آخَذَ يُؤَاخِذُ مُؤَاخَذَةً: كايىدى، ئەيىبلىدى، جازالىدى.

لاَ تُؤَاخِذْنِي: كەچۈرۈڭ، خاپا بولماڭ.

«لاَتُؤَاخِذْنِي بِمَانَسِيْتُ وَلاَتُرْهِقْنِي مِنْ أَمْرِي عُسْرًا» (قرآن): ئەھدىنى ئۇنتۇپ قالغانلىقىمغا مېنى ئەيىبلىمە، سەن بىلەن بىللە بولۇشتا مېنى قىيىن ھالغا چۈشۈرۈپ قويما.

«وَلَوْيُؤَاخِذُ اللّٰهُ النَّاسَ بِظُلْمِهِمْ مَاتَرَكَ عَلَيْهَا مِنْ دَابَّةٍ» (قرآن): ئەگەر ئاللاھ ئىنسانلارنى ئۇلارنىڭ زۇلمى تۈپەيلىدىن جازالايدىغان بولسا يەر يۈزىدە قىمىرلاپ تۇرىدىغان ھېچ بىر جان ئىگىسىنى قويمىغان بولاتتى.

«آخَذَ الْكَاتِبَ عَلَى عَدَدٍ مِنَ الْهَفَوَاتِ»: ئۇ يازغۇچىنى بىر قىسىم خاتالىقلىرى ئۈچۈن ئەيىبلىدى.

آخِرٌ ج أَوَاخِرُ: ئاخىرقى، ئىككىنچىسى؛ چېكى، ئاخىرى.

آخِرُ الْأَمْرِ: ئاخىرقى ھېسابتا، تېگى - تەكتىدىن ئالغاندا.

«أَمَّا صَدِيْقِي فَكَانَ هُوَ الْآخِرَ يُخَالِفُنِي»: مېنىڭ دوستۇم ماڭا مۇخالىپەتچىلىك قىلىدىغان ئىككىنچى بىر ئادەم بولۇپ قالدى.

«وَاجْعَلْ لِي لِسَانَ صِدْقٍ فِي الْآخِرِيْنَ» (قرآن): كېيىنكىلەر ئارىسىدا ياخشى نامىمنى قالدۇرغىن.

«هُوَ الْأَوَّلُ وَالْآخِرُ» (قران): ئاللاھنىڭ ئىپتىداسى يوقتۇر، ئىنتىھاسى يوقتۇر.

«كَانَ وَاقِفًا فِي آخِرِ الصَّفِّ»: ئۇ سەپنىڭ

ئاخىرىدا تۇرغانىدى.

**«جَائُواعَنْ آخِرِهِمْ»**: ئۇلارنىڭ ھەممىسى كەلدى.

**«مِنْ أَوَّلِهِ إِلَى آخِرِهِ»**: باشتىن ـ ئاخىرغىچە.

**اَلْآخِرُ**: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ «مەڭگۈ»، «باقى» دېگەن مەنىلەردە.

**اَلْآخِرَةُ**: ئاخىرەت، ئۇ دۇنيا.

**جُمَادِيَ الْآخِرَةُ**: ھىجرىيە ھېسابىدا 6 ـ ئاي.

**آخَرُ ج آخَرُوْنَ م أُخْرَى ج أُخْرَيَاتٌ وَأُخَرُ**: باشقا، باشقىلار، باشقا بىرى، يەنە بىرسى.

**مِنْ يَوْمٍ لِآخَرَ**: بىر كۈندىن ئىككىنچى كۈنگىچە.

**مِنْ وَقْتٍ إِلَى آخَرَ**: بىر ۋاقىتتىن ئىككىنچى ۋاقىتقىچە.

**«أَمَّاأَحَدُكُمَا فَيَسْقِي رَبَّهُ خَمْرًا وَأَمَّاالْآخَرُ فَيُصْلَبُ» «قرآن»**: سىلەرنىڭ بىرىڭلار خوجايىنىغا ھاراق قۇيۇپ بېرىدۇ، يەنە بىرىڭلار دارغا ئېسىلىدۇ.

**رَجُلٌ آخَرُ**: ئىككىنچى بىر ئادەم، باشقا بىر كىشى.

**«ثُمَّ أَنْشَأْنَاهُ خَلْقًا آخَرَ» «قرآن»**: ئاندىن ئۇنى باشقا مەخلۇققا ئايلاندۇردۇق.

**«هَذَاالْكِتَابُ مُفِيدٌأَمَّا الْآخَرُ فَلَايَنْفَعُ كَثِيْرًا»**: بۇ كىتاب پايدىلىق، ئىككىنچى كىتاب بولسا كۆپ پايدىلىق ئەمەس.

**آخَى يُؤَاخِي إِخَاءً وَمُؤَاخَاةً وَإِخَاوَةً**: دوستلاشتى، قېرىنداش بولۇشتى.

**آخَى بَيْنَهُمَا**: ئۇلارنىڭ ئارىسىدا قېرىنداشلىق ئورناتتى، ئۇ ئىككىسىنى قېرىنداش قىلىپ قويدى.

**«آخَى الرَّسُولُ عَلَيْهِ السَّلَامُ بَيْنَ الْمُهَاجِرِيْنَ وَالْأَنْصَارِ»**: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇھاجىرلار بىلەن ئەنسارلار ئارىسىدا قېرىنداشلىق ئورناتتى.

**آخِيَّةٌ ج أَوَاخِيُّ وَأَوَاخٍ**: چىغرىق.

**صَدَاقَةٌ مَتِيْنَةُ الْأَوَاخِي**: مۇستەھكەم دوستلۇق.

**آدَ يَؤُودُ أَوْدًا الْعُودَ**: ياغاچنى ئەگدى، ئەگرى قىلدى.

**آدَ يَؤُودُ أَوْدًا وَأُوُودًا الْحَمْلُ**: يۈك ئېغىرلاپ كەتتى، بېسىپ كەتتى.

**آدَ الشَّيْءُ**: ئەگرى بولدى.

**آدَ عَلَيْهِ**: ئۇنىڭغا مەرھەمەت قىلدى، ئۇنىڭغا شەپقەت قىلدى.

**آدَبَ يُؤْدِبُ إِيْدَابًا**: زىياپەت بەردى، مېھمان قىلدى.

**آدِبٌ ج آدِبَةٌ**: ساھىبخان، خوجايىن، مېھمان ئىگىسى.

**آدَرٌ**: پورداق؛ پوردىقى چىقىپ قالغان.

**آدَمُ**: ئادەم ، ئادەم ئاتا.

**بَنُو آدَمَ**: ئادەم بالىلىرى، ئىنسانلار.

**اِبْنُ آدَمَ**: ئىنسان، ئادەم بالىسى.

**تُفَّاحَةُ آدَمَ**: بوغدىيەك.

**آدَمِيٌّ**: ئىنسانىي، ئادەملىك، ئادىمىي ، كىشىلىك.

**آدَمِيَّةٌ**: كىشىلىك خاراكتېر؛ ئىنسانپەرۋەرلىك.

**آذَنَ يُؤْذِنُ إِيْذَانًا فُلَانًا**: ئۇقتۇردى، بىلدۈردى، خەۋەر قىلدى.

**آذَنَ الْحُكْمُ بِالسُّقُوطِ**: ھاكىمىيەت يىمىرىلىشكە باشلىدى، ھاكىمىيەت لىڭشىپ قالدى.

**«آذَنْتُكُمْ عَلَى سَوَاءٍ» «قرآن»**: مەن سىلەرگە ئوخشاش ئۇقتۇردۇم.

**«آذَنَ الْمُؤَذِّنُ بِالصَّلَاةِ»**: مۇئەززىن نامازغا ئەزان توۋلىدى.

**آذَنَهُ الْأَمْرَ وَبِهِ**: ئىشقا سالدى، ئىش قىلدۇردى.

**آذَى يُؤْذِي إِيْذَاءً**: زىيان يەتكۈزدى، ئەزىيەت يەتكۈزدى، پاراكەندە قىلدى.

**«يَاأَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَاتَكُونُوا كَالَّذِينَ آذَوْا مُوسَى» «قرآن»**: ئى مۆمىنلەر! سىلەر مۇساغا ئازار قىلغان كىشىلەردەك بولماڭلار.

**آلْآذِيُّ ج أَوَاذِيُّ**: دولقۇن، دېڭىز دولقۇنى، ئۆركەش.

**آرَقَ يُؤْرِقُ إِيْرَاقًا**: ئۇيقۇسىنى قاچۇردى، بىدار قىلدى.

**آرِقٌ**: ئۇيقۇسى قاچقان، كېچىنى بىدار ئۆتكۈزگۈچى.

**آزَرَ يُؤْزِرُ إِيزَارًاهُ:** ياردەملەشتى، قوللىدى، مەدەت بەردى.

**آزَفَ يُؤْزِفُ إِيْزَافًا الْأَمْرَ:** ئالدىراتتى.

**آزِفٌ:** ئالدىرىغۇچى.

**اَلْآزِفَةُ:** قىيامەت.

**آزَى يُؤَازِى مُؤَازَاةً وإِيْزَاءً الرَّجُلَ:** ماسلاشتى، مادارا قىلدى.

**آسٌ:** خۇشبۇي، ئاق گۈللۈك، دائىم يېشىل تۇرىدىغان نوتا ئۆسۈملۈك.

**آسِرٌ:** ئەسىر ئالغۇچى، مەپتۇن قىلغۇچى.

**مَنْطِقٌ آسِرٌ:** كىشىنىڭ ئەقلىنى لال قىلىدىغان سۆز.

**جَمَالٌ آسِرٌ:** كىشىنى مەپتۇن قىلىدىغان گۈزەللىك.

**آسَفَ يُؤْسِفُ إِيْسَافًا:** رەنجىتتى، كۆڭلىنى يېرىم قىلدى، ئېچىندۇردى، بىئارام قىلدى.

**آسَفَ الشَّخْصَ:** غەزەپلەندۈردى، ئاچچىقىنى كەلتۈردى، خاپا قىلدى.

**«يُؤْسِفُنِي أَلاَّ أَسْتَطِيْعَ تَلْبِيَةَ دَعْوَتِكَ»:** سىنىڭ دەۋىتىڭنى قوبۇل قىلالمىغانلىقىم مېنى ئەپسۇسلاندۇردى.

**آسِفٌ:** ئەپسۇسلانغۇچى، ئېچىنغۇچى، ھەسرەت چەككۈچى.

**«ظَهَرَ غَيْرَ آسِفٍ عَلَى الْوَظِيفَةِ الَّتِي فَقَدَهَا»:** ئۇ قولدىن كەتكەن ۋەزىپىگە پۇشايمان قىلمىغان ھالدا ئوتتۇرىغا چىقتى.

**«أَنَا آسِفٌ كُلَّ الْأَسَفِ لِمَا بَدَرَ مِنِّي»:** مەندىن سادىر بولغان ئىشقا ناھايىتى ئەپسۇسلىنىمەن.

**آسِنٌ:** تەمى ئۆزگەرگەن، رەڭگى ئۆزگەرگەن.

**مَاءٌ آسِنٌ:** تەمى ئۆزگەرگەن سۇ، رەڭگى ئۆزگەرگەن سۇ.

**«طَالَبَ السُّكَّانُ بِإِزَالَةِ الْمِيَاهِ الْآسِنَةِ مِنَ الْأَحْيَاءِ الشَّعْبِيَّةِ»:** ئاھالىلەر ئاھالىلەر رايونىدىن سېسىق سۇلارنى بىر تەرەپ قىلىشنى تەلەپ قىلدى.

**آسَى يُؤَاسِي مُؤَاسَاةً:** ياردەم بەردى، كۆڭلىنى يوپۇتتى، تەسەللى بەردى.

**آسَى صَدِيقَهُ:** ئۇ دوستىنىڭ كۆڭلىنى يوپۇتتى.

**آسَى فُلاَنًا بِمَالِهِ:** ئۇنى مېلىغا شېرىك قىلدى.

**«إِنَّ أَخَاكَ مَنْ آسَاكَ»:** كۆڭلۈڭنى يوپۇتقان ئادەم سېنىڭ قېرىندىشىڭ ھېسابلىنىدۇ.

**آسٍ ج أُسَاةٌوَآسَاءٌمآسِيَةٌج آسِيَاتٌوأَوَاسٍ:** تېۋىپ، دوختۇر؛ غەم-قايغۇدا بىللە بولغۇچى.

**آسٍ ج أَسْيَانُونَ م أَسْيَانَةٌ وآسِيَةٌ ج أَسْيَانَاتٌ وَأَسَايَا:** قايغۇرغۇچى، دەرد - ئەلەملىك.

**آسِيَا:** ئاسىيا قىتئەسى.

**آسِيَاالْوُسْطَى:** ئوتتۇرا ئاسىيا.

**آسِيَوِيٌّ:** ئاسىيالىق، ئاسىياغا خاس، ئاسىيادىن چىققان.

**آصِرَةٌ ج أَوَاصِرُ:** دوستلۇق، مۇناسىۋەت، تۇغقاندارچىلىق، يېقىنچىلىق.

**أَوَاصِرُ الصَّدَاقَةِ:** دوستلۇق مۇناسىۋىتى.

**«إِنَّ مَابَيْنَنَا مِنْ أَوَاصِرِ الصَّدَاقَةِ والْقَرَابَةِ لاَيُفْسِدُهُ اخْتِلاَفُ الرَّأْيِ»:** بىزنىڭ ئارىمىزدا پىكىر ئىختىلاپى بۇزالمايدىغان دوستلۇق ئالاقىسى بار.

**آضَ يَئِيضُ أَيْضًا:** تەكرارلىدى، قايتىلىدى.

**آضَ إِلَيْهِ:** ئايلاندى، ئەسلىگە قايتتى، ئۆزگەردى.

**آفَةٌ ج آفَاتٌ:** ئاپەت، ۋابا، كېسەللىك.

**آفَةٌ زِرَاعِيَّةٌ:** زىرائەتلەرگە چۈشىدىغان كېسەللىك.

**آفِلٌ ج أُفَّلٌ وَأُفُلٌ:** ئۆچكۈچى، ئولتۇرغۇچى، (تۆۋەنلىگۈچى).

**نَجْمَةٌ آفِلٌ:** تەلەيسىز، ئىشى ئوڭدىن كەلمىگەن تەلىيى قاچقان.

**آقَ يَؤُوقُ أَوْقًا عَلَيْهِ:** شۇملۇق ئەكەلدى.

**آكَدَ يُؤَاكِدُ مُؤَاكَدَةً:** تەكىتلىدى، چىڭىتتى، پۇختىلىدى.

**آكَلَ يُؤَاكِلُ مُؤَاكَلَةً:** بىللە تاماق يېدى، ھەمداستىخان بولدى.

**آكِلٌ ج أَكَلَةٌوآكِلُونَ:** يېگۈچى، غىزالانغۇچى.

**آكِلُ الْحَشَرَاتِ:** ھاشاراتخور.

**آكِلُ اللُّحُومِ:** گۆشخور.

**آكِلُ الْعُشْبِ:** ئوتخور.

**آكِلُ لُحُومِ الْبَشَرِ:** ئادەم گۆشىنى يېگۈچى.

**آكِلُ النَّمْلِ:** چۈمۈلەخور.

**آكِلَةٌ:** چاقا ، يارا ، جاراھەت.

**آلَ يَؤُولُ أَوْلاً:** ياندى، قايتتى، ئېلىپ باردى.

**«إِنَّ تَغَيُّبَ الطَّالِبِ عَنِ الْمَدْرَسَةِ قَدْ يَؤُولُ إِلَى فَشَلِهِ» :** ئوقۇغۇچىنىڭ مەكتەپكە كەلمەسلىكى ئۇنى ئىمتىھاندىن ئۆتەلمەسلىككە ئېلىپ كېلىدۇ.

**آلَ الأَمْرُ إِلَيْهِ:** ئۇنىڭغا قايتتى، ئۇنىڭغا يېتىپ باردى.

**آلٌ:** ئېزىتقۇ، سەراپ؛ ئائىلە - تاۋابىئاتلار (مەشھۇر كىشىلەرگىلا ئىشلىتىلىدۇ.)

**آلُ مُحَمَّدٍ:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەھلى ئەۋلادى، مۇسۇلمانلار ئاممىسى.

**آلاَتِيٌّ ج آلاَتِيَّةٌ:** مۇزىكانت، سازچى.

**آلَةٌ ج آلاَتٌ وآلٌ:** قورال، سايمان، ئەسۋاب؛ ئەزا (ئادەم، ھايۋانلارنىڭ ئورگانىزمى).

**آلَةُ الْحِسِّ:** سەزگۈ ئەزالار.

**آلَةُ الْعُودِ:** بەرباب (چالغۇ ئەسۋابى).

**آلَةُ الطَّرَبِ:** چالغۇ ئەسۋابى.

**اَلآلَةُ الْكَاتِبَةُ:** ماشىنكا.

**اَلآلَةُ الْحَاسِبَةُ:** ھېسابلاش ماشىنىسى.

**آلَةٌ حَاسِبَةٌ:** كومپيۇتېر.

**آلَةٌ كَهْرَبَائِيَّةٌ:** ئېلېكتر سايمىنى، ئېلېكتر ئەسۋابلىرى.

**آلَةُ الْعَيْشِ:** تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى.

**«آلَةُ الْعَيْشِ صِحَّةٌ وَشَبَابٌ» :** ساغلاملىق ۋە ياشلىق تۇرمۇش ۋاسىتىسىدۇر.

**آلَةُ ضَغْطِ الْهَوَاءِ:** ھاۋا كومپرېسسورى، ھاۋا بېسىمىنى ئۆلچىگۈچ.

**آلَةٌ مُوسِيقِيَّةٌ:** چالغۇ ئەسۋابى.

**آلَةٌ مُكَبِّرَةٌ لِلصَّوْتِ:** مىكروفون، ئاۋاز ياڭراتقۇ.

**آلَةُ التَّنْبِيهِ:** سىگنال، سىگنال ئاپپاراتى.

**آلَةٌ بُخَارِيَّةٌ:** پار ماشىنىسى.

**آلَةُ التَّحْرِيكِ.آلَةٌ مُحَرِّكَةٌ:** ماتور.

**آلَةُ التَّصْوِيرِ:** رەسىم ئاپپاراتى، فوتو ئاپپارات.

**آلَةُ الْجَرِّ:** تراكتور.

**آلَةٌ حَصَّادَةٌ:** كومبايىن، ئورۇش ماشىنىسى.

**آلَةُ التَّنْقِيبِ:** بۇرغىلاش ماشىنىسى.

**آلَةُ الإِسْتِقْبَالِ:** تېلېگراف ئاپپاراتى.

**آلَةُ الْخِيَاطَةِ:** تىكىش ماشىنىسى.

**آلَةٌ حَرْبِيَّةٌ:** قورال - ياراغ، ھەربىي ئەسلىھە.

**آلَةٌ رَافِعَةٌ:** كىران.

**آلَةُ الْجَزِّ:** توپا ئۇسۇش ماشىنىسى.

**آلَةٌ جَهَنَّمِيَّةٌ:** بومبا.

**آلَةُ التَّكْبِيرِ:** يەنجىش ماشىنىسى، ئۇششاقلاش ماشىنىسى.

**آلَةٌ حَدْبَاءُ:** تاۋۇت.

**«هُوَ آلَةٌ فِي أَيْدِيهِمْ» :** ئۇ ئۇلارنىڭ قولىدىكى قورچاق.

**آلاَتُ الإِنْتَاجِ:** ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى.

**آلاَتُ الإِسْتِشْفَاءِ:** داۋالاش ئۈسكۈنىلىرى.

**آلَفَ يُؤْلِفُ إِيلاَفًا :** دوست بولدى، مۇناسىۋەت ئورناتتى، ئىناق بولدى.

**آلَفَ الشَّيْءَ:** كۆنۈپ قالدى.

**آلَفَ مِنْ:** ... دىن تېخىمۇ يېقىن، ... دىنمۇ يېقىن.

**آلَمَ يُؤْلِمُ إِيلاَمًا :** ئاغرىتتى، دەرد قىلدى.

**«يُؤْلِمُ الْمُوَاطِنَ أَنْ يَرَى الْفَسَادَ طَاغِيًا فِي الْبِلاَدِ» :** مەملىكەتتە پىتنە - پاساتنىڭ ئەۋج ئېلىشى پۇقرانى ئازابلايدۇ.

**آلَى يُؤْلِي إِيلاَءً الرَّجُلُ:** قەسەم قىلدى.

**«آلَى عَلَى نَفْسِهِ أَنْ يَقُومَ بِوَاجِبِهِ» :** ئۇ ئۆز ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىشقا قەسەم قىلدى.

**آلِيٌّ:** مېخانىزىم، ماشىنا.

**إِنْسَانٌ آلِيٌّ:** ماشىنا ئادەم.

**آلِيَّةٌ:** ماشىنىلىق، مېخانىزملىق.

**حَرَكَةٌ آلِيَّةٌ:** ئىستىخىيىلىك ھەرىكەت.

**قُوَّةٌ آلِيَّةٌ:** ماشىنىلاشقان قىسىم.

**آمَ يَؤُومُ أُومًا:** تەشنا بولدى، ئۇسساپ كەتتى.

**آمَ يَئِيمُ أَيْمَةً و أُيُومًا و أَيْمًا الرَّجُلُ مِنْ زَوْجَتِهِ:** ئايالى ئۆلۈپ كېتىپ، ئەر تۇل قالدى.

**أَيِمَتِ الْمَرْأَةُ مِنْ زَوْجِهَا:** ئېرى ئۆلۈپ كېتىپ ئايال تۇل قالدى.

**آمَرَ يُؤَامِرُ مُؤَامَرَةً:** مەسلىھەتلەشتى، كېڭەشتى.

**آمَرَ الْقَوْمُ:** مەسلىھەتلەشتى، كېڭىششتى.

**آمِرٌ:** قوماندانلىق قىلغۇچى، كوماندىر.

**آمِرُ لِوَاءٍ:** بىرىگادا (ھەربىيدە).

**الْآمِرُ النَّاهِي:** ھوقۇقى چەكسىز ئادەم، چەكسىز سەلتەنەتكە ئىگە ئادەم، دېگىنى دېگەن، قىلغىنىنى قىلغان ئادەم.

**آمِرُ الْحَرْسِ:** مۇھاپىزەت ئەترىتى باشلىقى.

**آمِرَةٌ ج أَوَامِرُ:** بۇيرۇق، ۋەزىپە.

**آمِلٌ:** ئۈمىد قىلغۇچى، ئارزۇ قىلغۇچى، ئۈمىدۋار بولغۇچى.

**آمَنَ يُؤْمِنُ إِيمَانًا بِهِ:** ئىشەندى، ئىمان ئېيتتى، ئېتىقاد قىلدى.

**آمَنَ الشَّخْصُ:** ئېتىقاد قىلدى، ئىمان ئېيتتى.

**«كَانَتِ السَّلْوَةُ الْكُبْرَى لِلنَّاسِ في جِبِلِنَادِيْنِهِمْ فَكَانُوا يُؤْمِنُونَ بِاللّٰهِ»:** بىز بىر ئەۋلاد كىشىلەر ئارىسىدا ئۇلارنىڭ دىنى ئۇلار ئۈچۈن چوڭ ئەمەك بولدى، ئۇلار ئاللاھقا ئىمان ئېيتىدىغان بولدى.

**«لاَ يُؤْمِنُ أَحَدُكُمْ حَتَّى يُحِبَّ لِأَخِيْهِ مَايُحِبُّ لِنَفْسِهِ» (حديث):** سىلەردىن بىرىڭلار نېمىنى ياخشى كۆرسە قېرىندىشىغىمۇ شۇنى ياخشى كۆرمىگىچە ھەقىقىي ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ.

**آمِنٌ:** ئىشەنچ قىلغۇچى، ئامان بولغۇچى، ئەمىن بولغۇچى، خاتىرجەم، تىنچ، ساق ـ سالامەت.

**الْمَوَاطِنُ الْآمِنُ:** تىنچ ئاھالە.

**آمِينَ:** ئى ئاللاھ! ئىجابەت قىلغىن، ئى ئاللاھ! قوبۇل قىلغىن.

**آنَ يَئِينُ أَيْنًا:** توشتى (ۋاقىت).

**آنَ الْأَوَانُ:** دەل ۋاقتى بولدى.

**آنَ الْمَوْعِدُ:** پەيت كەلدى، ۋەدىلەشكەن ۋاقىت بولدى.

**آنٌ:** ۋاقىت، مەزگىل.

**آنًا بَعْدَ آخَرَ:** پات ـ پات، ئارىلاپ ـ ئارىلاپ.

**فِي آنٍ وَاحِدٍ:** بىرلا ۋاقىتتا، ئەينى ۋاقىتتا.

**مِنْ آنٍ لِآخَرَ:** پات ـ پات، ئارىلاپ ـ ئارىلاپ.

**بَيْنَ آنٍ وَآخَرَ:** پات ـ پات، ئارىلاپ ـ ئارىلاپ.

**إِلَى الْآنَ:** ھازىرغىچە.

**حَتَّى الْآنَ:** ھازىرغىچە.

**مِنَ الْآنَ فَصَاعِدًا:** ھازىردىن باشلاپ، بۇندىن ئېتىبارەن.

**حَتَّى الْآنَ. لِلْآنَ:** ھازىرغىچە، ھازىرغا قەدەر.

**اَلْآنَ:** ھازىر، ئەمدى، نۆۋەتتە.

**آنَئِذٍ:** بۇ چاغدا، ئەينى ۋاقىتتا، شۇ چاغدا.

**آنَذَاكَ:** شۇ ۋاقىتتا، ئەينى چاغدا، شۇ پەيتتە.

**آنَسَ يُؤْنِسُ إِيْنَاسًا و آنَسَ يُؤَانِسُ مُؤَانَسَةً:** تەسەللى بەردى، كۆڭلىنى ياسىدى.

**آنَسَ الرُّشْدَ مِنْهُ:** بىلدى، بايقىدى.

**آنَسَهُ:** كۆردى.

**آنَسَ الشَّيْءَ:** ھېس قىلدى.

**«آنَسْتُ فِيهِ الْكَفَاءَةَ»:** ئۇنىڭدا لاياقەتنى بايقىدىم.

**آنِسَةٌ ج آنِسَاتٌ وأَوَانِسُ:** قىز، خېنىم، خانقىز (توي قىلمىغان قىزلارغا قارىتا ئېيتىلىدۇ)

**آنِفًا:** بايا، ھېلى.

**آنِفُ الذِّكْرِ:** يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان، يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتۈلگەن، يۇقىرىدا بايان قىلىنغان.

**آنِفُ الْبَيَانِ:** يۇقىرىدا بايان قىلىنغان.

**آنِفَةٌ**: ئەۋۋىلى، دەسلىپى.

**آنِفَةُ الشَّبَابِ**: ياشلىق، ياشلىق باھارى.

**«قَضَتْ آنِفَةُ الشَّبَابِ»** : ياشلىق باھارى ئۆتۈپ كەتتى.

**آنَقَ يُؤْنِقُ إِيْنَاقًا وَ نِيقًا الشَّيْءُ فُلاَنًا**: خۇشال قىلدى، شادلاندۇردى، مەمنۇن قىلدى.

**مَالَهُ حَانَّةٌ وَلاَآنَّةٌ**: تۆگىسىمۇ يوق، قويىمۇ يوق.

**آنِيٌّ**: ھازىرقى ۋاقىتتا، ھازىرغا مەنسۇپ، دەرھال.

**تَرْجَمَةٌ آنِيَّةٌ**: دەرھال تەرجىمە، ئۇدۇللۇق تەرجىمە.

**آهَ يَؤُوهُ أَوْهًا**: ئاھ ئۇردى، خورسىندى.

**آهْ**: ۋايجان، ۋايىيەي، ئاھ، ئۇھ.

**آهْ مِنْ دُعَاةِ التَّفْرِقَةِ**: ئىتتىپاقسىزلىق تەرەپدار- لىرىغا ۋاي.

**آهَةٌ ج آهَاتٌ**: ئۇھ تارتقان ئاۋاز، ئاھ ئۇرغان ئاۋاز.

**آهَلَ يُؤْهِلُ إِيْهَالاً**: ئۆي ئوچاقلىق قىلدى، تۇرمۇشلۇق قىلىپ قويدى.

**آهِلٌ**: ئاۋات، كۆچۈم، ئادەم ئولتۇراقلاشقان (جاي).

**أَمَاكِنُ آهِلَةٌ بِالسُّكَّانِ**: زىچ ئاھالىلىق رايون، ئاھالىسى زىچ رايون.

**آوِنَةٌ. مُفْرَدُهُ الْأَوَانُ**: ۋاقىت، سائەت، زامان، چاغ.

**آوَى يُؤْوِي إِيْوَاءً**: ھىمايە قىلدى، ھىمايىگە ئالدى، قوغدىدى، قانات ئاستىغا ئالدى.

**آوَى اللاَّجِئَ**: ئۇ مۇساپىرنى قوينىغا ئالدى.

**آيَةٌ ج آيٌ و آيَاتٌ**: ئالامەت، نىشان، سىمۋول، بەلگە، مۆجىزە، ئاجايىبات، ئىبرەت، دەلىل.

**آيَاتُ الشُّكْرِ وَالْوِلاَءِ**: تەشەككۈر ۋە ساداقەت ئالامەتلىرى.

**آيَسَ يُؤْيِسُ إِيْئَاسًا**: ئۈمىدسىزلەندۈردى.

**آيَسَ عَلَيْهِ أَوْ عَنْهُ**: قارامىلىق قىلدى، تەۋەككۈل قىلدى.

**آيِلٌ إِلَى الزَّوَالِ**: زاۋاللىققا يۈزلەنگەن، يوقىلىشقا يۈز تۇتقان.

**آيِبٌ**: قايتقۇچى، يانغۇچى.

**إِئْتَثَرَ يَأْتَثِرُ إِئْتِثَارًا بِكَذَا**: تەسىرگە ئۇچرىدى.

**إِئْتَجَرَ يَأْتَجِرُ إِئْتِجَارًا**: ھەق تەلەپ قىلدى.

**إِئْتَدَمَ يَأْتَدِمُ إِئْتِدَامًا الْعُودُ**: دەرەختكە سۇ يۈگۈردى.

**إِئْتَدَمَ فُلاَنٌ**: ناننى تەم تەڭشىگۈچكە قوشۇپ يېدى.

**إِئْتَزَرَ يَأْتَزِرُ اِئْتِزَارًا الرَّجُلُ**: تون كىيدى؛ تامبال كىيدى.

**إِئْتَسَى يَأْتَسِي اِئْتِسَاءً**: ئۈلگە قىلدى، نەمۇنە قىلدى.

**إِئْتَكَلَ يَأْتَكِلُ إِئْتِكَالاً النَّارُ**: ئوت چاراسلاپ ياندى.

**إِئْتِلاَقٌ**: ئىناق، بىرلىك.

**دُوَلُ الْاِئْتِلاَفِ**: ئىتتىپاقداش دۆلەتلەر، ئاتتانتا دۆلەتلەر.

**إِئْتِلاَفِيٌّ**: بىرلەشمە.

**حُكُومَةٌ إِئْتِلاَفِيَّةٌ**: بىرلەشمە ھۆكۈمەت (بىرقانچە تەرەپتىن تەشكىل قىلىنغان ھۆكۈمەت).

**إِئْتَلَقَ يَأْتَلِقُ إِئْتِلاَقًا النَّاسُ**: كىشىلەر بىرلىك- كە كەلدى، بىرلەشتى.

**إِئْتَلَقَ يَأْتَلِقُ إِئْتِلاَقًا الْبَرْقُ**: چاقماق چاقتى، چاقماق يورىدى.

**اِئْتَلَى يَأْتَلِي إِئْتِلاَءً**: قەسەم قىلدى، قەسەمياد قىلدى.

**إِئْتِمَارٌ**: مۇھاكىمە، مۇلاھىزە.

**إِئْتِمَانٌ**: ئېتىقاد؛ ئىشەنچ؛ ئىناۋەت.

**إِئْتِمَانِيٌّ**: ئامانەت ـ قەرزگە مەنسۇپ.

**«قَدَّمَ لَهُ الْمَصْرَفُ تَسْهِيْلاَتٍ إِئْتِمَانِيَّةً»** : بانكا ئۇنىڭغا ئامانەت قەرز ئىشلىرىنى ئاسانلاشتۇ- رۇپ بەردى.

**إِئْتَمَرَ يَأْتَمِرُ إِئْتِمَارًا**: مەسلىھەتلەشتى، كېڭەشتى.

**«وَائْتَمِرُوا بَيْنَكُمْ بِمَعْرُوفٍ» ‹قرآن›** : ھەققانىي ئاساستا ئۆزئارا مەسلىھەتلىشىڭلار.

**«قَالَ يَامُوسَى إِنَّ الْمَلاَ يَأْتَمِرُونَ بِكَ لِيَقْتُلُوكَ»**

**‹قرآن›** : «ئى مۇسا! شۈبھىسىزكى، كاپىرلار سېنى ئۆلتۈرۈشنى مەسلىھەت قىلىشىۋا- تىدۇ. . . » دېدى.

**إِئْتَمَرَ الرَّجُلُ:** بۇيرۇقنى بىجا كەلتۈردى، بۇيرۇقنى ئورۇندىدى.

**إِئْتَمَرَ بِأَمْرِهِ:** ئۇنىڭ تەلىپىنى ئورۇندىدى.

**«أَمَرْتُهُ فَائْتَمَرَ»:** ئۇنى بۇيرىغانىدىم، ئۇ بۇيرۇقىمنى ئورۇندىدى.

**إِئْتَمَرَ بِهِ:** ئۇنىڭغا سۇيىقەست پىلانلىدى.

**اِئْتَمَّ يَأْتَمُّ اِئْتِمَامًا:** ئەگەشتى، ئىقتىدا قىلدى، دورىدى، تەقلىد قىلدى.

**اِئْتَمَّ بِالشَّخْصِ:** ئەگەشتى.

**«يَأْتَمُّ الْمُؤْمِنُ بِالسَّلَفِ الصَّالِحِ»:** مۆمىن ئادەم سەلەف سالىھلارغا ئەگىشىدۇ.

**اِئْتَمَنَ يَأْتَمِنُ اِئْتِمَانًا عَلَى كَذَا:** ھاۋالە قىلدى، تاپشۇردى.

**«فَإِنْ أَمِنَ بَعْضُكُمْ بَعْضًا فَلْيُؤَدِّ الَّذِي اؤْتُمِنَ أَمَانَتَهُ» (قرآن):** ئاراڭلاردا بىر-بىرىڭلارغا ئىشىنىپ ئامانەت قويسا، ئۇ چاغدا ئامانەتنى ئالغۇچى ئادەم ئامانەتنى تاپشۇرسۇن.

**اِئْتَمَنَ الشَّخْصَ:** ئىشەنچلىك قىلىۋالدى، ئىشەنچلىك ھېسابلىدى.

**اِئْتَنَّ يَأْتَنُّ اِئْتِنَانًا:** يىڭىدىن باشلىدى.

**أَبٌ ج آبَاءٌ:** ئاتا، دادا؛ ئەجدادلار، ئاتا - بوۋا.

**«وَجَاءُوا أَبَاهُمْ عِشَاءً يَبْكُونَ» (قرآن):** ئۇلار كەچتە ئاتىسىنىڭ ئالدىغا يىغلاپ كېلىشتى.

**«إِنَّهُمْ أَلْفَوْا آبَاءَهُمْ ضَالِّينَ» (قرآن):** ئۇلار ھەقىقەتەن ئاتا - بوۋىلىرىنى گۇمراھ بىلدى.

**«فَلَيْتَ لِأَبْنَائِنَا الصِّغَارِ تَجَارِبَ الْآبَاءِ الْكِبَارِ»:** كاشكى بىزنىڭ ئوغۇللىرىمىزنىڭ چوڭ ئاتىلىرىمىزنىڭكىگە ئوخشاش تەجرىبىلىرى بولسىچۇ!

**يَاأَبَتِ:** ئى، ئاتا، ھەي، دادا.

**«قَالَ يَا أَبَتِ افْعَلْ مَا تُؤْمَرُ» (قرآن):** ئۇ ئېيتتى: «ئى ئاتا! نېمىسگە بۇيرۇلغان بولساڭ، شۇنى ئىجرا قىلغىن».

**بِأَبِي أَنْتَ:** ساڭا ئاتام بىلەن پىدا بولاي.

**«مَنْ أَشْبَهَ أَبَاهُ فَمَا ظَلَمَ» (مثل):** دادىسىنى دورىغان ئادەم جايىدا ئىش قىلغان بولىدۇ.

**أَبًا عَنْ جَدٍّ:** ئاتا - بوۋىلىرىدىن تارتىپ، نەسلىدىن نەسلىگە، ئەۋلادتىن - ئەۋلادقا.

**لَاأَبَالَكَ. لَاأَبَ لَكَ:** (مەدھىيە ياكى ھەجۋىدە ئىيتىلىدىغان سۆز) ئاتاڭغا رەھمەت؛ ئاتاڭغا لەنەت.

**أَبَا يَأْبُو إِبَاوَةً و أُبُوَّةً وَ أُبُوًّا الْوَلَدَ:** بالا بېقىۋالدى، بالا ئاسرىۋالدى.

**أَبَاءَ يُبِيئُ إِبَاءَةً:** ئورۇنلاشتۇردى.

**أَبَابِيلُ:** توپ - توپ.

**«وَأَرْسَلَ عَلَيْهِمْ طَيْرًا أَبَابِيلَ» (قرآن):** پەرۋەردىگارىڭ ئۇلارنىڭ ئۈستىگە توپ - توپ قۇشلارنى ئەۋەتتى.

**أَبَاتَ يُبِيتُ إِبَاتَةً:** قوندۇرۇۋالدى.

**أَبَاحَ يُبِيحُ إِبَاحَةَ السِّرِّ:** مەخپىيەتلىكنى ئاشكارىلاپ قويدى.

**أَبَاحَ الْأَمْرَ:** رۇخسەت قىلدى، قويۇۋەتتى.

**اِسْتَبَاحَ يَسْتَبِيحُ إِسْتِبَاحَةَ الْعَمَلَ:** ئەمەلنى قانۇنلۇق دەپ ساندى، ئىختىيارىغا قويۇۋەتتى.

**إِبَاحَةٌ:** ئىجازەت، رۇخسەت (فىقھە ئىلمىدە قىلىش - قىلماسلىق ئىختىيارىغا قويۇلغان ھۆكۈم).

**إِبَاحَةُ السِّرِّ:** مەخپىيەتلىكنى ئاشكارىلاپ قويماق.

**إِبَاحِيٌّ:** ئەخلاق جەھەتتىن چۈشكۈنلەشكەن بولۇپ، ئەخلاقسىز ئىشلارنى قىلىشتىن چەكلەنمەيدىغان كىشى.

**إِبَاحِيٌّ ج إِبَاحِيَّةٌ:** ئەخلاق-قانۇن چەكلىمىسىدىن چىقىپ كېتىش (چەكلەنگەن ئىشلارنى قىلىشنى تەشەببۇس قىلىدىغان بىر خىل ئېقىم، يەنى نىگىلىزىم).

**أَبَادَ يُبِيدُ إِبَادَةً:** يوقاتتى، ھالاك قىلدى.

**أَبَادَهُ:** ئۇنى يىلتىزىدىن قومۇرۇپ تاشلىدى.

**«يُحَاوِلُ الْعِلْمُ الْقَضَاءَ عَلَى الْأَوْبِئَةِ الَّتِي أَبَادَتْ آلَافَ النَّاسِ»:** ئىلىم - پەن مىڭلىغان كىشىلەرنىڭ جېنىنى ئالغان يۇقۇملۇق كېسەللىكلەرنى يوقىتىشقا تىرىشىۋاتىدۇ.

**إِبَادَةٌ:** يوقاتماق، ھالاك قىلماق، توپ يىلتىزىدىن يوقاتماق، گۇمران قىلماق.

**آبَادِيدُ:** ئايرىلغان، تارقاق، چېچىلىپ كەتكەن.

**إِبَارٌ:** چاڭلاشماق.

**أَبَاشَةٌ:** لوكچەك، قولاقكەستى، ساياق.

**إِبَاضَةٌ:** تورموز.

**أَبَاطِيلُ:** بىھۇدە ئىشلار، يالغان ـ ياۋىداق ئىشلار، ساختا ئىشلار، ئاساسسىز ئىشلار.

**أَبَاعَ يُبِيعُ إِبَاعَةً الشَّيْءَ:** كۆرگەزمىگە قويدى.

**أَبَالَ يُبِيلُ إِبَالَةً:** سىيگۈزدى، توستى.

**إِبَالَةٌ:** باغ، باغلام، تېڭىق، تاكتىكا، ئىستراتېگىيە، چارە ـ تەدبىر؛ ھوقۇق.

**أَبَانَ يُبِينُ إِبَانَةً:** ئاشكارىلىدى، چۈشەندۈردى، ئىزاھلىدى، روشەنلەشتۈردى.

**أَبَانَ الشَّخْصَ:** كۆڭۈلدىكىنى دېدى، كۆڭۈلدىكىنى تولۇق دېدى.

**أَبَانَهُ:** ئۇنى چۈشەندۈردى، ئۇنى ئىزاھلىدى، ئۇنى روشەنلەشتۈردى.

**أَبَّ يَؤُبُّ أَبًّا وَ أَبَابًا وَ أَبَابَةً إِلَيْهِ:** سېغىندى، ئەسلىدى، ياد ئەتتى.

**أَبٌّ ج أَوُبٌ:** ئوت، ئوت ـ چۆپ.

**«وَفَاكِهَةً وَأَبًّا» (قرآن):** تۆرلۈك مېۋىلەرنى ۋە ئوت ـ چۆپلەرنى...

**أَبَّارٌ:** يىڭنە ياسىغۇچى؛ يىڭنە ساتقۇچى، يىڭنىچى.

**أَبَّارَةٌ:** يىڭنە قۇتىسى.

**إِبَّالَةٌ:** بوپا، تېڭىق، يۈك ـ تاق، بولاق.

**«ضِغْثٌ عَلَى إِبَّالَةٍ» (مثل):** بالا كەلسە قوشلاپ كېتۇ، كۆتۈرەلمىسەڭ ساڭگىلىتىۋال، ئۆلگەننىڭ ئۈستىگە تەپمەك.

**إِبَّانٌ:** ۋاقىت، مەزگىل، چاغ.

**إِبَّانُ الثَّوْرَةِ:** ئىنقىلاب مەزگىلى.

**إِبَّانُ الشَّيْءِ:** مەزگىل ، پەيتى.

**إِبَّانُ الْأَمْرِ:** ئىشنىڭ بېشى.

**«تُوُفِّيَ وَهُوَ فِي إِبَّانِ شَبَابِهِ»:** ئۇ ياشلىق مەزگىلىدىلا ۋاپات بولۇپ كەتتى.

**أَبَّرَ يُؤَبِّرُ تَأْبِيرًا الزَّرْعَ:** زىرائەتنى چاڭلاشتۇردى.

**أَبَّدَ يُؤَبِّدُ تَأْبِيدًا:** ئەبەدىيلەشتۈردى، ئۆلمەس قىلىپ قالدۇردى، ئۆچمەس قىلىپ قالدۇردى.

**أَبَّنَ يُؤَبِّنُ تَأْبِينًا:** تەزىيە بىلدۈردى.

**أُبَّهَةٌ:** ھەيۋەتلىك، سەلتەنەتلىك، ئۇلۇغۋارلىق، ئۇلۇغلۇق.

**«تَبْدُو عَلَيْهِ أُبَّهَةُ السُّلْطَانِ»:** ئۇنىڭ چىرايىدىن پادىشاھنىڭ ئۇلۇغۋارلىقى چىقىپ تۇردۇ.

**اِبْتَأَرَ يَبْتَئِرُ اِبْتِئَارًا:** قۇدۇق كولىدى.

**اِبْتَأَسَ يَبْتَئِسُ اِبْتِئَاسًا:** قايغۇردى، غەم قىلدى.

**اِبْتَاعَ يَبْتَاعُ اِبْتِيَاعًا صَفْقَةً وَاحِدَةً:** دۆلىگە سېتىۋالدى، ھەممىنى سېتىۋالدى.

**اِبْتَاعَ الشَّيْءَ:** سېتىۋالدى.

**اِبْتَدَأَ يَبْتَدِئُ اِبْتِدَاءً:** باشلىدى.

**اِبْتِدَاءٌ:** دەسلىپى، باشلىنىش نۇقتىسى، چىقىش نۇقتىسى، ئىپتىداسى؛ باشلىماق، ئىپتىدا قىلماق.

**اِبْتِدَائِيٌّ:** باشلانغان، دەسلەپكى، باشتىكى، باشلانغۇچ دەرىجىدىكى، ئاساسلىقى.

**مَدْرَسَةٌ اِبْتِدَائِيَّةٌ:** باشلانغۇچ مەكتەپ.

**اِبْتِدَاعٌ:** ئىجاد قىلماق.

**اِبْتَدَرَ يَبْتَدِرُ اِبْتِدَارًا إِلَى كَذَا:** بىرىنچى ئورۇندا تۇرۇشنى تالاشتى، ئالدىرىدى.

**اِبْتَدَعَ يَبْتَدِعُ اِبْتِدَاعًا الشَّيْءَ:** كەشىپ قىلدى، ياراتتى، ئىجاد قىلدى، پەيدا قىلدى.

**«وَرَهْبَانِيَّةً ابْتَدَعُوهَامَاكَتَبْنَاهَاعَلَيْهِمْ» (قرآن):** رەھبانىيەتنى ئۇلار ئۆزلىرى پەيدا قىلدى ، ئۇلارغا ئۇنى بىز بېكىتمىدۇق.

**اِبْتَدَهَ يَبْتَدِهُ اِبْتِدَاهًا الْخُطْبَةَ:** ئويلانماستىنلا نۇتۇق سۆزلىدى.

**اِبْتَذَلَ يَبْتَذِلُ اِبْتِذَالاً الشَّيْءَ:** سەل قارىدى، كۆزگە ئىلمىدى، مەنسىتمىدى.

**أَبْتَرُ م بَتْرَآءُ ج بُتْرٌ:** قۇيرۇقسىز، قۇيرۇقى كېسىلگەن، نەسلى ئۈزۈك، پەرزەنتسىز، خار، ئەرزىمەس، كەمتۈك.

**«إِنَّ شَانِئَكَ هُوَ الْأَبْتَرُ» (قرآن):** ھەقىقەتەن سېنىڭ دۈشمىنىڭنىڭ نام ـ نىشانى قالمايدۇ.

**اِبْتَرَدَ يَبْتَرِدُ اِبْتِرَادًا الشَّخْصُ:** سوغۇق سۇدا يۇيۇندى، سالقىنلاش ئۈچۈن سوغۇق سۇ ئىچتى، سالقىنلىدى.

**اِبْتَرَدَتْ حَمَاسَتُهُ:** قىزغىنلىقى سوۋۇپ كەتتى.

**إِبْتَرَى يَبْتَرِي إِبْتِرَاءً الْقَلَمَ:** قەلەمنى ئۈچلىدى.

**إِبْتَزَّ يَبْتَزُّ إِبْتِزَازًا:** تارتىۋالدى، ئېلىۋالدى.

**إِبْتِسَامٌ:** كۈلۈمسىرىمەك، تەبەسسۇم قىلماق.

**إِبْتَسَرَ يَبْتَسِرُ إِبْتِسَارًا بِالشَّيْءِ:** ھەممىدىن بۇرۇن باشلىدى.

**إِبْتَسَرَ الْحَاجَةَ:** ۋاقىتسىز ئېلتىماس قىلدى.

**إِبْتَسَرَ الرَّأْيَ:** پىشمىغان پىكىرنى بايان قىلدى.

**إِبْتَسَمَ يَبْتَسِمُ إِبْتِسَامًا:** تەبەسسۇم قىلدى، كۈلۈمسىرىدى.

**أَبْتَعُ م بَتْعَاءُ ج بُتْعٌ:** ھەممە، پۈتۈنلەي، بارلىق.

**إِبْتَعَثَ يَبْتَعِثُ إِبْتِعَاثًا:** ئەۋەتتى.

**إِبْتَعَدَ يَبْتَعِدُ إِبْتِعَادًا:** يىراق بولدى، يىراقلاشتى.

**«مِنَ الْحِكْمَةِ أَنْ يَبْتَعِدَالْمَرْءُعَمَّايُسِيئُ عَلَيْهِ»:** ئادەم ئۆزىگە زىيانلىق نەرسىگە يولىماسلىقى دانالىقتۇر.

**إِبْتِغَاءٌ:** تەلەپ قىلماق، ئۈمىد قىلماق.

**إِبْتَغَى يَبْتَغِي إِبْتِغَاءً:** ئۈمىد قىلدى.

**«وَابْتَغِ فِيمَا آتَاكَ اللّٰهُالدَّارَالْآخِرَةَ» (قرآن):** ئاللاھ ساڭا بەرگەن بايلىق بىلەن ئاخىرەت يۇرتىنى تىلىگىن.

**إِبْتَكَرَ يَبْتَكِرُ إِبْتِكَارًا:** ئىجاد قىلدى، كەشىپ قىلدى.

**إِبْتَكَرَ عَلَيْهِ:** ئۇنىڭ يېنىغا ئەتىگەندە كەلدى.

**إِبْتَكَرَ الْمَعْنَى:** يېڭى مەنا چىقاردى.

**إِبْتَكَرَ الْفَاكِهَةَ:** مېۋىنىڭ دەسلەپ پىشقىنىنى ئۈزدى.

**إِبْتَلَجَ يَبْتَلِجُ إِبْتِلَاجًا الصُّبْحُ:** تاڭ يورىدى.

**إِبْتَلَعَ يَبْتَلِعُ إِبْتِلَاعًا:** يۇتتى، چاينىماي يۇتتى.

**إِبْتَلَّ يَبْتَلُّ إِبْتِلَالًا الشَّخْصُ:** نەملەشتى، نەم بولدى، ھۆل بولدى.

**إِبْتَلَى يَبْتَلِي إِبْتِلَاءً:** سىنىدى.

**«فَأَمَّا الْإِنْسَانُ إِذَامَا ابْتَلَاهُ رَبُّهُ فَأَكْرَمَهُ وَنَعَّمَهُ فَيَقُولُ رَبِّي أَكْرَمَنِ»:** پەرۋەردىگارى ئىنسان-نى سىناپ ئەزىز قىلسا ۋە ئۇنىڭغا نېمەت بەرسە ئۇ: «پەرۋەردىگارىم مېنى ئەزىز قىلدى» دەيدۇ.

**إِبْتِهَاجٌ:** خۇشال بولماق، شادلانماق.

**إِبْتِهَالٌ ج إِبْتِهَالَاتٌ:** دۇئا قىلماق، تەزەررۇ قىلماق، ئىلتىجا قىلماق.

**إِبْتَهَجَ يَبْتَهِجُ ابْتِهَاجًا:** شادلاندى، خۇرسەن بولدى.

**«يَبْتَهِجُونَ بِرُؤْيَةِ الضَّيْفِ»:** ئۇلار مېھماننى كۆرۈش بىلەن شادلىنىدۇ.

**إِبْتَهَلَ يَبْتَهِلُ ابْتِهَالًا:** ئىلتىجا قىلدى، تىلىدى.

**إِبْتَهَلَ إِلَى اللّٰهِ:** ئاللاھقا ئىلتىجا قىلدى.

**إِبْتِيَاعٌ:** سېتىش؛ سېتىۋالماق.

**أَبَثَّ يُبِثُّ إِبْثَاثًا السِّرَّ:** مەخپىيەتلىكنى ئاشكارىلىدى، مەخپىيەتلىكتىن خەۋەردار قىلدى.

**أَبْجَدِيٌّ:** ئېلىپبە، ئېلىپبە تەرتىپىنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇلۇشى، ھەرپ تەرتىپىگە ئاساسلىنىش، ئېلىپبە تەرتىپى بىلەن ئورۇنلاشتۇرۇش، ھەرپلىك.

**أَبْجَدِيٌّ:** ئەرەب تىلىدا ئېلىپبە ھەرپلىرى جەملەنگەن سۆزلەرنىڭ بېشى، بۇ سۆزلەر.

**«أَبْجَدْ، هَوَّزْ، حَطِّي، كَلَمَنْ، سَعَفَصْ، قَرَشَتْ، ثَخَّذْ، ضَظَّغْ»:** بۇ سۆزلەردىكى ھەربىر ھەرپ تۆۋەندىكى جەدۋەلدە كۆرسىتىلگەندەك مەلۇم ساننى ۋەكىللىك قىلىدۇ:

| | | | | | | | |
|---|---|---|---|---|---|---|---|
| ا | 1 | ح | 8 | س | 60 | ت | 400 |
| ب | 2 | ط | 9 | ع | 70 | ث | 500 |
| ج | 3 | ي | 10 | ف | 80 | خ | 600 |
| د | 4 | ك | 20 | ص | 90 | ذ | 700 |
| ه | 5 | ل | 30 | ق | 100 | ض | 800 |
| و | 6 | م | 40 | ر | 200 | ظ | 900 |
| ز | 7 | ن | 50 | ش | 300 | غ | 1000 |

**اَلْحُرُوفُ الْأَبْجَدِيَّةُ:** ئېلىپبە، ھەرپ جەدۋىلى.

**أَبْجَرُ م بَجْرَاءُ ج بُجْرٌ:** باداڭ قورساق.

ئاۋاز ۋە نۇر بىرنى ئۇراپ تۇرغان رادىئو دولقۇن-
لىرى ئارقىلىق تارقىلىدۇ.

«نقلت وقائع مؤتمر القمة عبر الأثير» : دۆلەت
باشلىقلىرى يىغىنىنىڭ ئەھۋالى سىنئىي
ھەمراھ ئارقىلىق تارقىتىلدى.

«من الأعمال الأثيرة عندي مساعدة
المحتاجين» : موھتاجلارغا ياردەم قىلىش
مېنىڭ نەزەرىمدە باشقا ئىشلاردىن ئەۋزەل.

أَثِيلٌ: تېگى ئېسىل، ئېسىل ئائىلە، ئېسىل
ئائىلىدىن كېلىپ چىققان، كېلىپ چىقىشى
ئېسىل.

شَرَفٌ أَثِيلٌ: يۈكسەك شەرەپ.

«وُلِدَ في أسرة ذات مجد أثيل» : ئۇ شان -
شەرەپلىك ئېسىل ئائىلىدە تۇغۇلدى.

أَثِيمٌ ج أُثَمَاءُ: گۇناھكار، جىنايەتچى؛ ياۋۇز،
قولاق كەستى، مۇتتەھەم.

«ويل لكل أفاك أثيم» «قرآن» : ھەر بىر
گۇناھكار يالغانچىغا ۋاي!

أَجَاءَ يُجِيءُ إِجَاءَةً: قىستاپ باردى، مەجبۇرلىدى.

«فأجاءها المخاض إلى جذع النخلة» «قرآن» :
تولغاقنىڭ قاتتىقلىقى مەريەمنى (يۆلىنىۋې-
لىش ئۈچۈن) بىر خورما دەرىخىنىڭ يېنىغا
كېلىۋېلىشقا مەجبۇر قىلدى.

أَجَابَ يُجِيبُ إِجَابَةً: جاۋاب قايتۇردى، ئىجابەت
قىلدى، قوبۇل قىلدى.

«أجيب دعوة الداع إذا دعاني» «قرآن» : ماڭا
دۇئا قىلسا، مەن دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى
ئىجابەت قىلىمەن.

«أراد مني أن أزوره فأجبت طلبه» : ئۇ
مېنىڭ ئۇنى يوقلىشىمنى تىلىگەندى، مەن
ئۇنىڭ تەلىپىنى قوبۇل قىلدىم.

أُجَاجٌ: ئاچچىق، تۇزلۇق.

«هذا عذب فرات سائغ شرابه وهذا ملح أجاج»
«قرآن» : بۇنىڭ سۈيى تاتلىق، تەملىك بولۇپ
سىلىق ئۆتىدۇ؛ بۇ ناھايىتى ئاچچىق، تۇزلۇق.

مَاءٌ أُجَاجٌ: تۇزلۇق سۇ، زەي سۇ.

أَجَادَ يُجِيدُ إِجَادَةً: ياخشى قىلدى، (ئىش ياكى
سۆزنى).

أَجَادَ بِالْوَلَدِ: مەرد بالا تۇغدى.

أَجَادَهُ النَّقْدَ: ئوبدان پۇللارنى بەردى.

أَجَادَ الشَّيْءَ: ئوبدان ئىشلىدى، كۆڭۈلدىكىدەك
ياسىدى.

«أجاد الممثل في تأدية دوره» : ئارتىس ئۆز
رولىنى ئوبدان ئالغان.

«يجيد التحدث بعدد من اللغات الأجنبية» :
بىرقانچە چەت ئەل تىلىنى ئوبدان سۆزلەيدۇ.

أَجَارَ يُجِيرُ إِجَارَةً الْمَتَاعَ: مال - مۈلۈكنى
ئوبدان ساقلىدى، بىرەر نەرسىنىڭ ئىچىگە
سېلىپ ساقلىدى.

أَجَارَهُ: ئۇنى قۇتقۇزدى، ئۇنى قوغدىدى.

«قل لن يجيرني من الله أحد» «قران» :
ئېيتقىنكى، (ئەگەر مەن ئاللاھقا ئاسىي
بولسام) مېنى ئاللاھنىڭ ئازابىدىن ھېچ كىشى
قۇتقۇزالمايدۇ.

«أجاره الله من عذابه» : ئاللاھ ئۇنى ئازاب
قىلىشتىن ساقلىدى.

أَجَارَهُ عَنِ الطَّرِيقِ: ئۇنى بۇرۇۋەتتى، ئەگرى يولغا
سېلىپ قويدى.

إِجَارَةٌ: ئىجارە، ئىش ھەققى؛ ساقلىماق؛ قۇتقۇز-
ماق.

أَجَازَ يُجِيزُ إِجَازَةً الشَّيْءَ: جائىز قىلدى،
رۇخسەت بەردى، يوللۇق قىلدى.

أَجَازَ الْعَالِمُ تِلْمِيذَهُ: ئالىم شاگىرتىغا ئىجازەت
بەردى، ئالىم ئۆزىدىن ئىلىم رىۋايەت قىلىشقا
رۇخسەت قىلدى.

أَجَازَهُ بِجَائِزَةٍ: ئۇنى مۇكاپاتلىدى.

أَجَازَ الشَّخْصَ: مەلۇم مىقداردا مال بەردى.

أَجَازَ الرَّأْيَ: رۇخسەت قىلدى، بولىدىغان قىلدى.

أَجَازَ الْمَوْضِعَ: ئۆتۈپ كەتتى.

إِجَازَةٌ ج إِجَازَاتٌ: گۇۋاھنامە، ئىجازەتنامە.

الْإِجَازَةُ الصَّيْفِيَّةُ: يازلىق تەتىل.

أَجَاعَ يُجِيعُ إِجَاعَةً: ئاچ قويدى، ئاچ قالدۇردى.

أَجَالَ يُجِيلُ إِجَالَةً: ئايلاندى، ئايلاندۇردى، ھەرە-
كەتلەندۈردى.

أَجَالَ الْفِكْرَ: چوڭقۇر ئويلاندى، خىيال سۈردى.

**أَجَالَ بَصَرَهُ:** كۆز يۈگۈرتتى، قاراپ چىقتى.

**«أَجَالَ النَّظَرَ حَوْلَهُ»:** ئەتراپىغا كۆز يۈگۈرتتى، ئەتراپقا نەزەر تاشلىدى.

**أَجْبَرَ يُجْبِرُ إِجْبَارًا عَلَى الْأَمْرِ:** مەجبۇرلىدى، زورلىدى.

**أَجْبَرَهُ عَلَى الْأَمْرِ:** بىرىسىنى ئىشلەتتى، زورلىدى.

**«لَمْ يَكُونُوا يَنْشُدُونَ هَذِهِ الْحَرْبَ وَلَكِنَّهُمْ أُجْبِرُوا عَلَى خَوْضِهَا»:** ئۇلار بۇ ئۇرۇشنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن تەلەپ قىلغان ئەمەس، لېكىن ئۇلار ئۇرۇشقا سۆرەپ كىرگۈزۈلگەن.

**أَجْبَلَ يُجْبِلُ إِجْبَالًا:** تاغقا كىردى.

**إِجْتَابَ يَجْتَابُ إِجْتِيَابًا الصَّخْرَةَ:** تاشنى ياردى.

**إِجْتَابَ الْبِئْرَ:** قۇدۇق قازدى.

**إِجْتَابَ الْأَرْضَ وَالْبِلَادَ:** كەزدى، ئايلاندى.

**إِجْتَابَ الْقَمِيصَ:** كۆڭلەك كىيدى.

**إِجْتَاحَ يَجْتَاحُ إِجْتِيَاحًا الْعَدُوُّ الْبِلَادَ:** دۈشمەن شەھەرنى بېسىۋالدى.

**إِجْتَاحَ السُّيُولُ الْأَرَاضِي:** كەلكۈن زېمىننى ۋەيران قىلدى.

**«تَجْتَاحُ النَّزَعَاتُ الثَّوْرِيَّةُ أَقْطَارَ الْعَالَمِ الثَّالِثِ»:** ئىنقىلابىي ئىزا ئۈچىنچى دۇنيا ئەللىرىنى گۇمران قىلىپ تاشلىماقتا.

**إِجْتَازَ يَجْتَازُ إِجْتِيَازًا الطَّرِيقَ:** يولنى كېسىپ ئۆتتى.

**إِجْتَازَ شُهْرَتُهُ الْآفَاقَ:** ئۇنىڭ داڭقى جاھانغا پۇر كەتتى، شۆھرەت قازاندى، داڭق چىقاردى.

**إِجْتَازَ الْحُدُودَ:** چېگرىدىن ھالقىپ ئۆتتى.

**«إِجْتَازَتِ الْبِلَادُ فَتْرَةً عَصِيبَةً فِي تَارِيخِهَا الْأَخِيرِ»:** دۆلەت ئاخىرقى ۋاقىتلاردا قىيىن ئۆتكەللەرنى بېسىپ ئۆتتى.

**إِجْتَبَى يَجْتَبِي إِجْتِبَاءً:** تاللىدى، ئىلغىدى.

**«ثُمَّ اجْتَبَاهُ رَبُّهُ فَتَابَ عَلَيْهِ وَهَدَى» «قرآن»:** ئاندىن پەرۋەردىگارى ئۇنى تاللىدى، ئۇنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى ۋە ئۇنى ھىدايەت قىلدى.

**«وَكَذَلِكَ يَجْتَبِيكَ رَبُّكَ» «قرآن»:** شۇنىڭغا ئوخشاش پەرۋەردىگارىڭ سېنى تاللايدۇ.

**إِجتَثَّ يَجْتَثُّ إِجْتِثَاثًا الشَّجَرَ:** دەرەخنى يىلتىزىدىن قومۇرۇۋەتتى.

**«وَمَثَلُ كَلِمَةٍ خَبِيثَةٍ كَشَجَرَةٍ خَبِيثَةٍ اجْتُثَّتْ مِنْ فَوْقِ الْأَرْضِ مَالَهَا مِنْ قَرَارٍ» «قرآن»:** يامان سۆز زېمىندىن قومۇرۇپ تاشلانغان، ھېچقانداق قارارى يوق ناچار دەرەخكە ئوخشايدۇ.

**إِجْتَدَى يَجْتَدِي اجْتِدَاءً:** سوۋغا تەلەپ قىلدى، نەرسە تىلىدى.

**إِجْتَدَاهُ:** مەنپەئەت تەلەپ قىلدى.

**إِجْتِذَابٌ:** تارتماق، سۆرىمەك، جەلپ قىلماق.

**إِجْتَذَبَ يَجْتَذِبُ إِجْتِذَابًا:** ئۆزىگە تارتتى، جەلپ قىلدى.

**«تُحَاوِلُ حُكُومَةُ الْعَالَمِ الثَّالِثِ إِجْتِذَابَ أَبْنَاءِهَا مِنَ الْمُغْتَرِبِينَ»:** ئۈچىنچى دۇنيا ئەللىرى ھۆكۈمەتلىرى ئۆز مۇھاجىرلىرىنى ئۆزىگە تارتىشقا ئورۇنماقتا.

**إِجْتَدَّ يَجْتَدُّ إِجْتِدَادًّا الشَّوقَ:** يولنى قىرقىدى.

**إِجْتَرَحَ يَجْتَرِحُ إِجْتِرَاحًا الشَّيْءَ:** قولغا كەلتۈردى، قىلدى.

**إِجْتَرَحَ السَّيِّئَةَ:** گۇناھ ئۆتكۈزدى.

**«أَمْ حَسِبَ الَّذِينَ اجْتَرَحُوا السَّيِّئَاتِ أَنْ نَجْعَلَهُمْ كَالَّذِينَ آمَنُوا» «قرآن»:** يامان ئىشلارنى قىلغانلار ئۆزلىرىنى ئىمان ئېيتقانلاردەك قىلىشىمىزنى ئويلامدۇ؟

**إِجْتَرَعَ يَجْتَرِعُ إِجْتِرَاعًا الدَّوَاءَ:** دورىنى گۇپپىدە ئىچىۋەتتى، دورىنى چىشىنى چىشلەپ تۇرۇپ ئىچتى.

**إِجْتَرَدَ يَجْتَرِدُ إِجْتِرَادًا الْقُطْنَ:** پاختىنىڭ چىگىتىنى چىقاردى.

**إِجْتَرَفَ يَجْتَرِفُ إِجْتِرَافًا:** ئېقىتىپ كەتتى، سۈپۈرۈلۈپ كەتتى.

**إِجْتَرَمَ يَجْتَرِمُ إِجْتِرَامًا الذَّنْبَ:** گۇناھ قىلدى، گۇناھ ئۆتكۈزدى.

**إِجْتَزَأَ يَجْتَزِئُ إِجْتِزَاءً بِالشَّيْءِ:** كۇپايىلەندى، قانائەت قىلدى.

**إِجْتَزَأَ:** بۆلۈندى، تەقسىم قىلىندى، پارچىلاندى.

**«نَجْتَزِءُ بِهَذَا النَّمُوذَجِ الْقَصِيرِ مِنْ نَثْرِ الْكَاتِبِ»** : يازغۇچىنىڭ نەسرىي ئەسەرلىرىدىن مۇشۇنچىلىك قىسقىغىنا ئۈلگىنى بېرىش بىلەن كۇپايىلىنىمىز.

**إِجْتَزَرَ يَجْتَزِرُ إِجْتِزَارًا**: بوغۇزلىدى.

**إِجْتَزَعَ يَجْتَزِعُ إِجْتِزَاعًا ــ هُ الْعُودَ**: ياغاچنى كەستى.

**إِجْتَزَفَ يَجْتَزِفُ إِجْتِزَافًا**: قالايمىقان ئىش قىلدى، ئىختىيارىچە ئىش قىلدى، يېنىكلىك بىلەن ئىش قىلدى، قارامىلىق قىلدى.

**إِجْتَزَفَ الشَّيْءَ**: تەخمىن قىلىپ ساتتى ياكى سېتىۋالدى.

**إِجْتَعَلَ يَجْتَعِلُ إِجْتِعَالاً الشَّيْءَ**: ياسىدى.

**«إِجْتَعَلَ مِنَ الْخَشَبِ سَرِيرًا»** : ياغاچتىن كارىۋات ياسىدى.

**إِجْتَعَفَ يَجْتَعِفُ إِجْتِعَافًا الشَّجَرَةَ**: دەرەخنى قومۇرۇۋەتتى.

**إِجْتَفَّ يَجْتَفُّ إِجْتِفَافًا مَا فِي الْإِنَاءِ**: قاچىدىكى ھەممىنى ئىچىۋەتتى.

**إِجْتَلَبَ يَجْتَلِبُ إِجْتِلاَبًا السِّلْعَ**: مالنى ئىمپورت قىلدى، مالنى سىرتتىن كىرگۈزدى.

**إِجْتَلَبَ الشَّاعِرُ**: شائىر شېئىرنى باشقىلارنىڭ شېئىرىدىن ئالدى.

**إِجْتَلَدَ يَجْتَلِدُ إِجْتِلاَدًا الْقَوْمُ بِالسُّيُوفِ**: قىلىچلاشتى، قىلىچ بىلەن ئۇرۇشتى.

**إِجْتَلَدَ الْإِنَاءَ**: قاچىدىكى ھەممىنى ئىچىۋەتتى.

**إِجْتَلَفَهُ يَجْتَلِفُ إِجْتِلاَفًا**: تۈپ يىلتىزىدىن قومۇرۇۋەتتى.

**إِجْتَلَفَهُ الدَّهْرُ**: زامان ئۇنى ۋەيران قىلىۋەتتى.

**إِجْتَلَقَ الشَّيْءَ**: خاراب قىلدى، ۋەيران قىلدى.

**إِجْتَلَى يَجْتَلِي إِجْتِلاَءً الشَّيْءَ**: قارىدى.

**إِجْتَلَى الْعَرُوسَ عَلَى بَعْلِهَا**: يېڭى كېلىننى ئېرىگە چىرايلىق كۆرسەتتى.

**إِجْتَلَى الْعَمَامَةَ عَنْ جَبِينِهِ**: سەللىنى پېشانىسىدىن كۆتۈرۈپ قويدى.

**إِجْتِمَاعٌ**: ئۇچراشماق، كۆرۈشمەك، يىغىلماق، مەجلىس ئاچماق.

**عِلْمُ الْإِجْتِمَاعِ**: ئىجتىمائىي پەن.

**«لَقَدْ تَأَجَّلَ الْإِجْتِمَاعُ فَلْيَفْعَلْ كُلُّ وَاحِدٍ مَا يَحْلُو لَهُ»** : يىغىن كېيىنگە قالدۇرۇلدى، ھەركىم قىلماقچى بولغان ئىشنى قىلسۇن.

**إِجْتِمَاعِيٌّ**: كىشىلەرگە كۆپ ئارىلىشىدىغان ئادەم، ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتتى قويۇق ئادەم، جامائەت ئەربابى.

**اَلْعُلُومُ الْإِجْتِمَاعِيَّةُ**: ئىجتىمائىي پەنلەر.

**اَلشُّؤُونُ الْإِجْتِمَاعِيَّةُ**: ئىجتىمائىي ئىشلار.

**إِجْتَمَرَ يَجْتَمِرُ إِجْتِمَارًا بِالْمِجْمَرَةِ**: ئىسرىق سالدى.

**إِجْتَمَعَ يَجْتَمِعُ إِجْتِمَاعًا الْغُلاَمُ**: بالا ئەتكە يەتتى.

**إِجْتَمَعَ الْمَاشِي**: تېز ماڭدى، چاپتى.

**إِجْتَمَعَ الْقَوْمُ**: يىغىلدى.

**«قُلْ لَئِنِ اجْتَمَعَتِ الْإِنْسُ وَالْجِنُّ عَلَى أَنْ يَأْتُوا بِمِثْلِ هَذَا الْقُرْآنِ لاَيَأْتُونَ بِمِثْلِهِ وَلَوْكَانَ بَعْضُهُمْ لِبَعْضٍ ظَهِيرًا» ‹قرآن›** : ئېيتقىنكى، ئەگەر ئىنسانلار، جىنلار بۇ قۇرئاننىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن يىغىلىپ بىر ـ بىرىگە ياردەملەشكەن تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭ ئوخشىشىنى مەيدانغا كەلتۈرەلمەيدۇ.

**«إِجْتَمَعَ رُؤَسَاءُ الدُّوَلِ الْعَرَبِيَّةِ فِي الرِّبَاطِ»** : ئەرەب دۆلەتلىرى باشلىقلىرى رىباتتا يىغىلدى.

**إِجْتَنَبَ يَجْتَنِبُ إِجْتِنَابًا الشَّيْءَ**: ساقلاندى، يىراق بولدى.

**«وَالَّذِينَ يَجْتَنِبُونَ كَبَائِرَ الْإِثْمِ وَالْفَوَاحِشَ» ‹قرآن›** : گۇناھى كەبىرلەردىن، قەبىھ ئىشلاردىن ساقلانغۇچىلار.

**«يَجِبُ أَنْ يَجْتَنِبَ الْمُدَرِّسُونَ الْعَامِيَّةَ فِي التَّدْرِيسِ»** : ئوقۇتقۇچىلار ئوقۇتۇشتا بۇزۇلغان ئاغزاكى تىلدىن ساقلىنىشى لازىم.

**إِجْتَنَى يَجْتَنِي إِجْتِنَاءً الثَّمَرَ**: مېۋە يىغدى؛ مېۋىنى ئۈزدى.

**إِجْتَنَى الْعَسَلَ**: ھەسەل يىغدى.

**إِجْتَنَى مَاءَ الْمَطَرِ**: يامغۇر سۈيىنى كېچىپ

تۇرۇپ ئىچتى.

إِجْتَهَدَ يَجْتَهِدُ إِجْتِهَادًا: تىرىشچانلىق كۆرسەت-
تى، تىرىشتى.

«اِجْتَهَدَ كَثِيرٌ مِنَ الْمُعَرِّبِينَ فِي وَضْعِ كَلِمَاتٍ
جَدِيدَةٍ» : ئەرەب تىلىغا تەرجىمە قىلغۇچى-
لارنىڭ كۆپىنچىسى يېڭى سۆز ياساشتا
تىرىشچانلىق كۆرسەتتى.

إِجْتِيَازٌ: ئۆتۈش، كېسىپ ئۆتۈش، ئاتلاپ ئۆتۈش.

«إِجْتِيَازُ عَقَبَاتِ التَّخَلُّفِ لَنْ يَتِمَّ إِلاَّ بِالْحُرِّيَّةِ
الْحَقِيقِيَّةِ» : قالاقلىق توساقلىرىدىن بۆسۈپ
ئۆتۈش پەقەت ھەقىقىي ئەركىنلىك ئارقىلىقلا
ئىشقا ئاشىدۇ.

أَجَّ يَؤُجُّ أَجِيجًا: يالقۇندى، پالىلىدى، پارقى-
رىدى، نۇر چاچتى.

أَجَّ النَّهَارُ: ئىسسىق قاتتىق بولدى، كۈندۈزى
ھاۋا ئىسسىپ كەتتى.

أَجَّ الْمَاءُ: سۇ تۇزلۇق بولۇپ كەتتى.

أَجَّتِ النَّارُ: ئوت يالقۇندى.

أُجَاجٌ: ئوتتەك قىززىق.

إِجَّاصٌ: ئالۇچا؛ ئامۇت؛ نەشپۈت.

إِجَّانَةٌ ج أَجَاجِينُ: داس، كىر دېسى، جاۋۇر.

أَجَّجَ يُؤَجِّجُ تَأْجِيجًا النَّارَ: ئوتنى يالقۇنجاتتى،
ئوتنى يالقىراتتى.

أَجَّرَ يُؤَجِّرُ تَأْجِيرًا: كىرا قىلدى، ئىجارىگە بەردى.

أَجَّرَ قَلَمَهُ: ئۇ مۇئەييەن ماددىي ھەق بەدىلىگە
قەلىمىنى ئىشقا سالدى.

أَجَّلَ يُؤَجِّلُ تَأْجِيلاً: كېچىكتۈردى، ئارقىغا
سۈردى.

أَجَّلَ الْجَلْسَةَ: يىغىننى كېچىكتۈردى.

إِجْحَافٌ: شەپقەتسىزلىك، ئادالەتسىزلىك.

أَجْحَرَ يُجْحِرُ إِجْحَارًا السَّبُعَ: يىرتقۇچنى
ئۆۋىسىغا كىرگۈزۈۋەتتى.

أَجْحَرَتِ السَّمَاءُ: يامغۇر ياغمىدى، ھۆل - يېغىن
بولمىدى، قۇرغاقچىلىق بولدى.

أَجْحَرَ الْقَوْمُ: قەھەتچىلىككە يولۇقتى، قۇرغاق-
چىلىققا دۇچار بولدى.

أَجْحَفَ يُجْحِفُ إِجْحَافًا بِهِ: زىيان كەلتۈردى،
زىيانغا ئۇچراتتى، ئەزدى، زۇلۇم قىلدى.

أَجْحَفَ بِهِمِ الدَّهْرُ: زامان ئۇلارنى ھالاك قىلدى،
زامان ئۇلارنى ۋەيران قىلدى.

«أَجْحَفَ بِهِمِ الْفَقْرُ» : يوقسۇزلۇق ئۇلارنى ئامرات-
لاشتۇرۇۋەتتى.

«أَجْحَفَ الْحَاكِمُ بِالنَّاسِ» : ھاكىم كىشىلەرنى
ئەزدى، ھاكىم كىشىلەرگە زۇلۇم سالدى.

أَجْحَمَ ج جَحْمَى ج جُحْمٌ: قىزىل كۆزلۈك،
كۆزى قىزىرىپ كەتكەن.

أَجْحَنَ يُجْحِنُ إِجْحَانًا عَلَى عِيَالِهِ: ئائىلىسىنى
تورمۇش جەھەتتىن قىستى.

أَجْدَبَ يُجْدِبُ إِجْدَابًا الْقَوْمُ: قۇرغاقچىلىققا
ئۇچرىدى، قۇرغاقچىلىق ئاپىتىگە ئۇچرىدى.

أَجْدَبَتِ السَّنَةُ: قۇرغاق يىل بولدى.

أَجْدُ: ئاك يېڭى.

اَلْأَجْدَانِ: كېچە بىلەن كۈندۈز، كېچە - كۈندۈز.

أَجْدَرُ: ئەڭ لايىق ، ئەڭ مۇۋاپىق.

«اَلْأَعْرَابُ أَشَدُّ كُفْرًا وَنِفَاقًا وَأَجْدَرُ أَلاَّ يَعْلَمُوا
حُدُودَ مَا أَنْزَلَ اللّٰهُ عَلَى رَسُولِهِ» (قرآن) :
ئەئرابىلارنىڭ كۇفرى ۋە مۇناپىقلىقى تېخىمۇ
زىيادىدۇر، ئاللاھ پەيغەمبىرىگە نازىل قىلغان
شەرىئەت ئەھكاملىرىنى بىلمەسلىككە ئۇلار
ئەڭ لايىقتۇر.

اَلْأَجْدَلُ: قارچۇغا.

أَجْدَى يُجْدِي إِجْدَاءً: ئىنئامغا ئېرىشتى.

أَجْدَى فُلاَنًا: ئىنئام قىلدى، تارتۇق قىلدى.

أَجْدَى الْأَمْرُ: ئەسقاتتى، ئۈنۈم بەردى.

لاَيُجْدِي: نەتىجىسىز، پايدىسىز، مەنپەئەت
قىلمايدىغان، ئەسقاتمايدىغان.

«آنَ لَنَا أَنْ نَعْمَلَ بِحَسْمٍ فَالْكَلاَمُ وَحْدَهُ
لاَيُجْدِي نَفْعًا» : چىڭ تۇرۇپ ئىشلەشنىڭ
پەيتى كەلدى، يالغۇز گەپلا ھېچنېمىگە پايدى-
سى يوق.

أَجْدَى: ئەڭ پايدىلىق، ئەڭ مەنپەئەتلىك.

أَجْذَلَ يُجْذِلُ إِجْذَالاً ـ هُ: خۇشال قىلدى.

أَجَرَ يَأْجُرُ أَجْرًا وَإِجَارَةً: ھەق بەردى، ئەجرىنى بەردى، ياخشىلىقنى قايتۇردى، رەھمەت ئېيتتى.

«عَلَى أَنْ تَأْجُرَنِي ثَمَانِيَ حِجَجٍ» (قرآن): ماڭا سەككىز يىل ئىشلەپ بېرىشىڭ بەدىلىگە...

«أَجَرَ اللّٰهُ عَبْدَهُ»: ئاللاھ بەندىسىگە ساۋاب بەردى.

أَجَرَهُ الشَّيْءَ: ئىجارىگە بەردى، كىراغا بەردى.

أَجَرَهُ الدَّارَ: قورۇنى ئىجارىگە بەردى.

أَجْرٌ ج أُجُورٌ وآجَارٌ: ھەق، ئىش ھەققى؛ مۇكاپات؛ ساۋاب.

«إِنَّا لَا نُضِيعُ أَجْرَ مَنْ أَحْسَنَ عَمَلًا» (قرآن): بىز ئۇلارنىڭ قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنىڭ ساۋابىنى ھەقمەقەتەن يوققا چىقىرىۋەتمەيمىز.

«عَظَّمَ اللّٰهُ أَجْرَكُمْ»: ئاللاھ سىلەرگە چوڭ ساۋاب بەرسۇن، ئاللاھ سىلەرگە ھەسسىلەپ ساۋاب بەرسۇن.

إِجْرَاءٌ: يۈرگۈزمەك، ئىجرا قىلماق، بېجىرمەك.

إِجْرَاءٌ قَانُونِيٌّ: قانۇن تەرتىپى.

مأْمُونُ الْإِجْرَاءِ: قانۇن ساقچىسى.

إِجْرَاءَاتٌ: رەسمىيەت، ۋاسىتە، ئۇسۇل، قەدەم ـ باسقۇچ، تەدبىر.

إِتَّخَذَ الْإِجْرَاءَاتِ: تەدبىر قوللاندى، تەدبىر كۆردى.

اَلسُّلْطَةُ الْإِجْرَائِيَّةُ: مەمۇرىي ھوقۇق.

إِجْرَامِيٌّ: جىنايەتكە ئائىت.

أَعْمَالٌ إِجْرَامِيَّةٌ: جىنايى ئىشلار.

«إِرْتَكَبَتْ قُوَّاتُ الْإِحْتِلَالِ أَعْمَالاً إِجْرَامِيَّةً»: ئىشغالىيەتچى قوشۇن جىنايى ھەرىكەتلەرنى ئېلىپ باردى.

أُجْرَةٌ ج أُجَرٌ: ئىش ھەققى، مائاش، ئايلىق؛ كىرا.

«طَالَبَ الْعُمَّالُ بِزِيَادَةِ أُجُورِهِمْ»: ئىشچىلار ئىش ھەققىنى ئاشۇرۇپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى.

«كَمْ ثَمَنُ مِعْطَفِكَ بِمَا فِي ذَلِكَ قِطْعَةُ مِنَ الْقُمَاشِ وَأُجْرَةُ الْخِيَاطَةِ؟»: رەخت ۋە ئىش ھەققى قوشۇلۇپ پەلتويۇڭ قانچە پۇلغا پۈتكەندۇ؟

«يَتَقَاضَى عَامِلُ الْبِنَاءِ أُجْرَةً يَوْمِيَّةً»: قۇرۇلۇش ئىشچىسى كۈنلۈك ئىش ھەققى ئالىدۇ.

أُجْرَةُ الْبَرِيدِ: پوچتا ھەققى.

أُجْرَةُ السَّيَّارَةِ: ماشىنا كىراسى، ھارۋا كىراسى.

أُجْرَةٌ يَوْمِيَّةٌ: كۈنلۈك ئىش ھەققى.

أُجْرَةُ السَّفَرِ: سەپەر چىقىمى، يول خىراجىتى.

أُجْرَةُ النَّقْلِ: كىرا ھەققى.

سَيَّارَةُ أُجْرَةٍ: تاكسى، كىرا ماشىنىسى.

أُجُورُ الدِّرَاسَةِ: ئوقۇش خىراجىتى.

أَجْرَبُ: قوتۇر ئادەم.

أَجْرَدُ م جَرْدَاءُ ج جُرْدٌ: تاقىر، تۈكسىز، چاچسىز، سىدام، غىلتالڭ، تاقىر باش.

أَجْرَزَ يُجْرِزُ إِجْرَازًا الْبَعِيرُ: تۆگە ئورۇقلىدى، يادىدى.

أَجْرَزَ الْقَوْمُ: زېمىنغا چۈشتى، چۆلدە بولۇپ قالدى، قۇرغاقچىلىق، گىياھ ئۈنمەس زېمىندا بولۇپ قالدى.

أَجْرَزَتِ الْأَرْضُ: يەر قاقاسلىشىپ كەتتى، يەر قاغجىراپ كەتتى.

أَجْرَسَ يُجْرِسُ إِجْرَاسًا الطَّائِرُ: قۇش سايرىدى، قۇش ۋىچىرلىدى.

أَجْرَسَ الْجَرَسَ: قوڭغۇراق چالدى، داڭ ئۇردى.

أَجْرَسَ الْحَلْيُ: زىننەت بۇيۇملىرى جىرىڭلىدى.

أَجْرَسَ الْحَادِي: تۆگىچى دىمىغىدا ناخشا ئېيتتى.

أَجْرَعُ ج أَجَارِعُ: بىپايان قۇملۇق، قاقاس چۆل.

أَجْرَفَ يُجْرِفُ إِجْرَافًا الْمَكَانُ: چوڭ كەلكۈنگە ئۇچرىدى.

أَجْرَقَ الرَّاعِي: پادىچى تۆگىلىرىنى يايلاقتا باقتى.

أَجْرَمَ يُجْرِمُ إِجْرَامًا إِلَيْهِ: جىنايەت ئۆتكۈزدى، گۇناھ قىلدى.

أَجْرَمَ بِهِ الدَّمُ: قان چاپلىشىپ قالدى.

**«سَيُصِيبُ الَّذِينَ أَجْرَمُوا صَغَارٌ عِنْدَ اللّٰهِ وَعَذَابٌ شَدِيدٌ بِمَاكَانُوا يَمْكُرُونَ»** «قرآن» : (بۇ) گۇناھكارلار ئۆزلىرى ئىشلەتكەن ھىيلە ـ مىكىرلەر تۈپەيلىدىن ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا خورلۇقتا ۋە قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ.

**أَجْرُومِيٌّ:** گراماتىكىلىق.

**أَجْرَى يُجْرِي إِجْرَاءً الْمَاءَ:** سۇنى ئاقتۇردى.

**أَجْرَى السَّفِينَةَ:** كېمىنى ماڭغۇزدى.

**أَجْرَى بَحْثًا:** تەتقىقات ئېلىپ باردى.

**أَجْرَى إِتِّصَالاَتٍ:** مۇناسىۋەت ئورناتتى، ئالاقە ئورناتتى.

**أَجْرَى عَمَلِيَّةً جَرَاحِيَّةً:** ئوپېراتسىيە قىلدى.

**أَجْزَلَ يُجْزِلُ إِجْزَالاً لَهُ الْعَطَاءَ:** سېخىيلىق بىلەن بەردى، مەردلىك بىلەن بەردى.

**«أَجْزَلَ الْقَتَبُ غَارِبَ الْبَعِيرِ»** : تۆگىنىڭ لوككىسىنى چوم كېسىۋەتتى.

**أَجَشُّ م جَشَّاءُ ج جُشٌّ:** بوغۇلغان ئاۋاز.

**أَجْعَفَ يُجْعِفُ إِجْعَافًا ـ هُ:** ئۇنى يىقىتىۋەتتى، ئۇنى ئۆرۈۋەتتى.

**أَجْعَفَ الشَّجَرَةَ:** دەرەخنى قومۇرۇۋەتتى.

**أَجْفَرَ يُجْفِرُ إِجْفَارًا:** يوقالدى، غايىب بولدى.

**أَجْفَرَ الشَّيْءَ:** تەرك ئەتتى.

**أَجْفَرَ فُلاَنًا:** مۇناسىۋەتنى ئۈزدى.

**أَجْفَرَ عَنْهُ:** ئۈزۈلدى.

**أَجْفَلَ يُجْفِلُ إِجْفَالاً الظَّلِيمُ:** تۆگە قۇشى چاپتى. تېز ماڭدى، يورغىلىدى.

**أَجْفَلَتْهُ الرِّيحُ بِالتُّرَابِ:** بوران چاڭ ـ توزاننى سورۇۋەتتى.

**أَجِلَ يَأْجَلُ أَجَلاً:** كېچىكتى، تەخىر قىلدى.

**أَجَلٌ ج آجَالٌ:** ئۆلۈش ۋاقتى، ئەجەل؛ مۇددەت، قەرەل.

**«وَسَخَّرَ الشَّمْسَ وَالْقَمَرَ كُلٌّ يَجْرِي لِأَجَلٍ مُسَمًّى»** «قرآن» : كۈن بىلەن ئاينى بويسۇندۇرغانلىقىنى كۆرمەمسەن؟ (كۈن بىلەن ئاينىڭ) ھەر بىرى مۇئەييەن مۇددەت (يەنى قىيامەت) كىچە (ئۆز پەلىكىدە) سەيرە قىلىدۇ.

**«فَإِذَا جَاءَ أَجَلُهُمْ لاَ يَسْتَأْخِرُونَ سَاعَةً وَلاَيَسْتَقْدِمُونَ»** «قرآن» : ئۇلارنىڭ (ھالاك بولۇش) ۋاقتى كەلگەندە قىلچە ۋاقىتمۇ كېچىكتۈرۈلمەيدۇ، (ۋاقتى كەلمىسە) قىلچە ۋاقىتمۇ ئىلگىرى سۈرۈلمەيدۇ.

**لِأَجَلٍ:** ۋاقىتلىق.

**إِلَى أَجَلٍ غَيْرِمُسَمًّى:** مۇددەتسىز.

**قَصِيرُ الْأَجَلِ:** قىسقا مۇددەتلىك، ئۆمرى قىسقا.

**اِنْقَضَى أَجَلُهُ:** ئۆلدى، ئەجىلى توشتى، كۈنى تۈگىدى، ئۆمرى ئاخىرلاشتى.

**لِأَجْلِ كَذَا. لِأَجْلِ أَنْ:** ... ئۈچۈن، سەۋەبتىن، تۈپەيلىدىن.

**لِأَجْلِ خَاطِرِ فُلاَنٍ:** پالانىنىڭ يۈز خاتىرىسى ئۈچۈن.

**«مِنْ أَجْلِ ذٰلِكَ كَتَبْنَا عَلَى بَنِي إِسْرَائِيلَ»** «قرآن» : شۇ (يەنى قابىلنىڭ ھابىلنى ناھەق ئۆلتۈرگەنلىكى) سەۋەبتىن (تەۋراتتا) ئىسرائىل ئەۋلادىغا ھۆكۈم قىلدۇقكى.

**«فَعَلْتُ ذٰلِكَ لِأَجْلِكَ أَوْمِنْ أَجْلِكَ»** : ئۇنى سېنىڭ ئۈچۈن قىلدىم.

**أَجَلْ:** ھەئە، شۇنداق.

**إِجْلٌ:** بويۇن ئاغرىقى.

**إِجْلٌ ج آجَالٌ:** كالا پادىسى.

**إِجْلاَلٌ:** ئۇلۇغلىماق، قەدىرلىمەك، ھۆرمەتلىمەك.

**أَجْلَبَ يُجْلِبُ إِجْلاَبًا الْقَوْمُ:** قەۋم توپلاندى، قەۋم يىغىلدى.

**أَجْلَبَ عَلَى الْقَوْمِ:** خەپىلىدى، يامانلىقنى ۋەدە قىلدى؛ ۋاراڭ ـ چۇرۇڭ قىلدى؛ ئۇرۇش ئۈچۈن توپلاندى.

**أَجْلَبَ الْقَوْمَ:** يىغدى.

**أَجْلَبَ الدَّمُ:** قان قورۇپ قالدى.

**أَجْلَبَ لِأَهْلِهِ:** ئائىلىسىنى قامداش ئۈچۈن ئىشلىدى.

**أَجْلَبَ عَلَى الْفَرَسِ:** ئاتنى چىپىش ئۈچۈن دىۋىتتى.

**أَجْلَحُ م جَلْحَاءُ ج جُلْحٌ:** پايىنەكباش ئادەم؛

توقال.

**إِجْلَخَّ يَجْلَخُّ إِجْلِخَاخًا:** ئاجىزلاشتى، سۆڭەكلە-رى بوشىشىپ كەتتى.

**أَجْلَسَ يُجْلِسُ إِجْلاَسًا ــ هُ:** ئولتۇرغۇزدى.

**اَلْأَجْلَدُ:** قاقاس يەر.

**أَجَلٌّ ج جُلٌّ:** ئەل چوڭ، ئەڭ كاتتا.

**إِجْلَوَّزَ يَجْلَوِّزُ إِجْلِوَّازًا:** تېز ماڭدى.

**أَجْلَى يُجْلِي إِجْلاَءً الْقَوْمُ عَنْ أَوْ مِنْ:** قورقۇنچ ياكى قورغاقچىلىق تۈپەيلىدىن يۇرتىدىن چىقىپ كەتتى.

**اَلْأَجْلَى:** چىرايلىق يۈزلۈك.

**اِبْنُ أَجْلَى:** يولۋاس.

**أُجُمٌ ج آجَامٌ:** قورغان، ئىستىھكام، قەلئە، پوتەي.

**اَلْإِجْمَاعُ:** ئىجتىمائىي، بىر ئىش ئۈستىدە ھەممىنىڭ بىرلىككە كېلىشى (بىرەر دىنىي مەسىلە ئۈستىدە بىر ئەسىردە ئۆتكەن مۇجتەھىد ئالىملارنىڭ بىرلىككە كېلىشى، بۇ شەرىئەتنىڭ شەكىللىنىشىدىكى ئاساسلارنىڭ بىرى ھېسابلىنىدۇ).

**«تَمَّ الْإِتِّفَاقُ بِصُورَةٍ إِجْتِمَاعِيَّةٍ عَلَى الْمَشْرُوعِ الْجَدِيْدِ»:** يېڭى پىلان ئۈستىدە ھەممەيلەن بىرلىككە كەلدى.

**إِجْمَالاً. بِالْإِجْمَالِ. عَلَى الْإِجْمَالِ. بِوَجْهِ الْإِجْمَالِ:** قىسقىچە، ئومۇمەن.

**«كَانَ اللِّقَاءُ إِسْتِعْرَاضًا إِجْمَالِيًّا لِلْأَوْضَاعِ عَلَى السَّاحَةِ الْعَرَبِيَّةِ»:** ئۇچرىشىش ئەرەبلەرنىڭ ۋەزىيىتىنى ئومۇمەن كۆزدىن كەچۈرۈشتىن ئىبارەت بولدى.

**«يَبْلُغُ الطُّوْلُ الْإِجْمَالِيُّ لِهَذَا الْجَسْرِ خَمْسُمِائَةِ مِتْرٍ»:** بۇ كۆۋرۈكنىڭ ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 500 مېتىر كېلىدۇ.

**أَجَمَةٌ ج أَجَمٌ و أُجُمٌ و أَجَمَاتٌ ج أَجَامٌ:** ئورمانلىق، دەرەخلىك؛ يولۋاس ئۇۋىسى.

**أَجْمَعَ يُجْمِعُ إِجْمَاعًا الْقَوْمُ:** بىرلىككە كېلىشتى، بىر ياقىدىن باش چىقىرىشتى، ئىتتىپاق بولۇشتى، بىردەك قارار قىلىشتى، جەملىدى، توپلىدى.

**أَجْمَعَ مَاكَانَ مُتَفَرِّقًا:** تارقاقلارنى بىرلەشتۈردى، تارقاقلارنى يىغدى، تارقاقلارنى توپلىدى.

**«فَلَمَّا ذَهَبُوا بِهِ وَأَجْمَعُوا أَنْ يَجْعَلُوهُ فِي غَيَابَاتِ الْجُبِّ» ‹قرآن›:** ئۇلار يۈسۈپنى ئېلىپ چىقىپ كەتكەن ۋە ئۇنى قۇدۇققا تاشلاشنى بىردەك قارار قىلىشقان چاغدا.

**«فَأَجْمِعُوا كَيْدَكُمْ ثُمَّ ائْتُوا صَفًّا» ‹قرآن›:** ھىيلەڭلارنىڭ ھەممىسىنى جەملەڭلار، ئاندىن سەپ تارتىپ كېلىڭلار.

**أَجْمَعَ الْأَمْرَ:** پۈختىلىدى، بەل باغلىدى.

**أَجْمَعَ الشَّيْءَ:** تەييارلىدى؛ توپلىدى.

**«أَجْمَعَ الْأَعْضَاءُ الْحَاضِرُونَ عَلَى تَأْيِيْدِ الْمَشْرُوعِ»:** قاتناشقان ئەزالار پىلاننى بىر ئېغىزدىن ماقۇللىدى.

**أَجْمَعُ ج أَجْمَعُونَ و جُمَعَاءُ:** پۈتۈنلەي، ھەممە.

**«نِلْتُ حَقِّي أَجْمَعَهُ»:** مەن ھەققىمنىڭ ھەممىسىگە ئېرىشتىم.

**«فَسَجَدَ الْمَلاَئِكَةُ كُلُّهُمْ أَجْمَعُونَ» ‹قرآن›:** پەرىشتىلەرنىڭ بىرىمۇ قالماي، ھەممىسى (ئادەم ئەلەيھىسسالامغا) سەجدە قىلدى.

**أَجْمَلَ يُجْمِلُ إِجْمَالاً الشَّيْءَ:** جەملىدى، يىغدى، ئىخچاملىدى.

**أَجْمَلَ الشَّيْءَ:** گۈزەللەشتۈردى؛ كۆپەيتتى.

**أَجْمَلَ فِي الْعَمَلِ:** ياخشى قىلدى.

**أَجْمَلَ فِي الطَّلَبِ:** نورمال بولدى، ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتمىدى.

**أَجْمَلَ الْقَوْمُ:** تۆگىسى كۆپ بولدى.

**«مَنْ أَجْمَلَ قِيْلاً سَمِعَ جَمِيْلاً»:** كىشىلەرگە ياخشىلىق قىلغان ئادەم ياخشىلىق تارتمايدۇ.

**أَجِمِيَّةٌ:** بەزگەك.

**بَعُوضَةُ الْأَجِمِيَّةِ:** بەزگەك پاشىسى.

**أَجِنَ يَأْجَنُ أَجَنًا و أَجَنَ يَأْجُنُ وَيَأْجِنُ أَجْنًا وَ أُجُونًا الْمَاءُ:** سۇنىڭ رەڭگى ۋە تەمى ئۆزگىرىپ كەتتى.

**أَجَنَ يَأْجُنُ أَجْنًا الصَّانِعُ الثَّوْبَ:** ھۈنەرۋەن كىيىمنى توقماقلىدى، دۇمبالىدى.

**أَجْنَبِيٌّ ج أَجَانِبُ:** چەت ئەللىك.

**أَللُّغَاتُ الْأَجْنَبِيَّةُ:** چەت ئەل تىللىرى.

**إِجْنَةٌ ج وَجْنَاتٌ:** قوۋۇز، كاچات، مەڭز.

**إِجْهَادٌ:** تىرىشماق، پۈتۈن كۈچىنى سەرپ قىلماق، كۈچ ئىشلەتمەك.

**إِجْهَازٌ عَلَى الْجَرِيحِ:** يارىدارنى ئالدىراڭغۇلۇق قىلىپ ئۆلتۈرۈپ قويۇش.

**«لَا يَجُوزُ فِي الْإِسْلَامِ قَتْلُ الْأَسِيرِ أَوِ الْإِجْهَازُ عَلَى الْجَرِيحِ» :** ئىسلام دىنىدا ئەسىرلەرنى ئۆلتۈرۈش ياكى يارىلانغانلارنى ئالدىراڭغۇلۇق قىلىپ ئۆلتۈرۈۋېتىش دۇرۇس بولمايدۇ.

**إِجْهَاضٌ:** بويىدىن ئاجراش؛ بالا چۈشۈرۈش.

**أَجْهَدَ يُجْهِدُ إِجْهَادًا الدَّابَّةَ:** چارچىتىۋەتتى، كۆتۈرەلمەيدىغان يۈكنى ئارتتى.

**أَجْهَدَ الْمَالَ:** مېلىنى تۈگىتىۋەتتى، ۋەيران قىلىۋەتتى، تارقىتىۋەتتى.

**«أَجْهَدَهُ عَلَى أَنْ يُنْجِزَ عَمَلَهُ فِي ظُرُوفٍ غَيْرِ مُلَائِمَةٍ» :** مۇۋاپىق كەلمەيدىغان شارائىتتا ئۆز ئىشىنى تاماملاش ئۈچۈن چارچىتىۋەتتى.

**أَجْهَدَ الْحَقُّ:** ھەقىقەت ئاشكارا بولدى، نامايەن بولدى.

**أَجْهَدَ فِيهِ الشَّيْبُ:** ئاق پەيدا بولدى، ئاق كۆرۈندى؛ ئاق كۆپەيدى.

**أَجْهَدَ فِي الْأَمْرِ:** پەخەس بولدى، ئېھتىيات قىلدى، ئېھتىياتچان بولدى.

**أَجْهَدَ الْأَمْرُ:** قالايمىقانلىشىپ كەتتى، مالىماتاڭ بولۇپ كەتتى.

**أَجْهَرُ ج جَهْرَاءُ ج جُهْرٌ:** كۆزەل، چىرايلىق، كېلىشكەن.

**أَجْهَزَ يُجْهِزُ إِجْهَازًا عَلَى الْجَرِيحِ:** يارىدارنى ئۆلتۈرۈۋەتتى.

**أَجْهَشَ يُجْهِشُ إِجْهَاشًا بِالْبُكَاءِ:** يىغلاشقا ئىنتىلدى.

**«أَجْهَشَ بِالْبُكَاءِ حِينَ عَلِمَ بِمَوْتِ أُمِّهِ» :** ئانىسىنىڭ ئۆلۈمىدىن خەۋەر تېپىپ يىغلاشقا باشلىدى.

**أَجْهَضَ يُجْهِضُ إِجْهَاضًا ـ هُ:** بىراقلاشتۇردى، چەتنەشتۈردى.

**أَجْهَضَهُ عَنْ مَكَانِهِ:** جايىدىن قوزغىۋەتتى، جايىدىن قوپۇرۇۋەتتى، ئورنىدىن ئېلىۋەتتى.

**«أُجْهِضَتِ الْحَرَكَةُ السِّيَاسِيَّةُ غَدَاةَ الْإِسْتِقْلَالِ» :** مۇستەقىللىق ھارپىسىدا سىياسىي ھەركەتلەر يوق قىلىندى.

**أَجْهَضَتِ الْمَرْأَةُ:** ئايال بالىسىنى چۈشۈرۈۋەتتى.

**أَجْوَائِيٌّ:** ھاۋارايى مۇتەخەسسىسى، مېتېئورولوگ.

**أَجُوجٌ:** يېنىپ تۇرغان.

**أَجْوَحُ ج جَوْحَاءُ ج جُوْحٌ:** كەڭ.

**أَجِيجٌ:** يېنىۋاتقان ئوتنىڭ چاراسلىغان ئاۋازى، ئوتنىڭ يالقۇنى، ئوتنىڭ كۈچلۈك تەپتى.

**أَجِيرٌ ج أُجَرَاءُ:** چاكار، مالاي، ياللانما ئىشچى، ياللانما، مەدىكار، كۈنلۈكچى.

**أَحَاحٌ:** چاڭقاش، ئۇسسۇزلۇق؛ غەزەپ.

**أَحَادُ:** بىر، يەككە.

**«جَاؤُوا أَحَادَ أَحَادَ» :** ئۇلار بىردىن ـ بىردىن كەلدى.

**أَحَادِيُّونَ:** يالغۇز كىشىلىك ناخشا ئېيتقۇچىلار.

**أَحَارَ يُحِيرُ إِحَارَةً الْجَوَابَ:** جاۋاب قايتۇردى.

**أَحَاطَ يُحِيطُ إِحَاطَةً:** پۇختا بىلدى، كەڭ دائىرىدە بىلدى، تەلتۆكۈس چۈشەندى؛ ئورىۋالدى، قورشىۋالدى.

**«وَلَا يُحِيطُونَ بِشَيْءٍ مِنْ عِلْمِهِ إِلَّا بِمَا شَاءَ» «قرآن» :** ئۇلار ئاللاھنىڭ مەلۇماتىدىن ئاللاھ ئۇلارغا بىلدۈرۈشنى خالىغان نەرسىلەردىن باشقا ھېچنەرسىنى بىلمەيدۇ.

**أَحَاطَ بِهِ عِلْمًا:** پىششىق بىلدى، ئومۇملاشتۇردى.

**أَحَاطَ بِالْمَوْضُوعِ:** ماۋزۇنى ئەتراپلىق ئىگىلىدى.

**أَحَاطَ بِاللُّغَةِ:** تىل ئىگىلىدى.

**أَحَاطَهُ عِلْمًا بِالْأَمْرِ:** ئۇنى بىلدۈردى.

**«أَحَاطَ الْأَمْرَ بِالْكِتْمَانِ» :** ئىشنى يوشۇردى، مەخپىي تۇتتى.

**«كَانَتِ الْمَدِينَةُ مُنْعَزِلَةً تُحِيطُ بِهَا الْجِبَالُ» :** شەھەر چەت جايدا بولۇپ، تاغلار بىلەن ئورالغا-

نىدى.

**أَحَاقَ يُحِيقُ إِحَاقَةً بِهِ:** قورشىۋالدى، ئورىۋالدى.

**أَحَاقَ بِهِمَ الْعَذَابُ:** ئازاب ئورىۋالدى، قىيىن ئەھۋالدا قالدى.

**أَحَالَ يُحِيلُ إِحَالَةً الْأَمْرَ:** ئىشنى ئۆتكۈزۈپ بەردى.

**«أَحَالَ الْمُوَظَّفَ إِلَى الْإِسْتِيْدَاعِ»:** خىزمەتچىنى مائاشنى بېرىپ خىزمەتتىن ۋاقىتلىق توختاتتى.

**أَحَالَهُ عَلَى الْمَعَاشِ:** ئۇنى پېنسىيىگە چىقاردى.

**«أَحَالَهُ إِلَى مَرْجَعٍ أَوْمَصْدَرٍ»:** ئۇنىڭغا مۇراجىئەت قىلىشنى كۆرسەتتى.

**أَحَالَ الدَّيْنَ:** قەرزنى بىر دەپتەردىن يەنە بىر دەپتەرگە يۆتكىدى.

**أَحَالَ عَلَى الْمَحْكَمَةِ:** سوتقا تاپشۇردى.

**إِحَالَةٌ:** كۆچۈرمەك، يۆتكىمەك، يەتكۈزمەك.

**أَحَبَّ يُحِبُّ إِحْبَابًا:** ياخشى كۆردى، كۆڭۈل بەردى، دوست تۇتتى.

**«لَايُحِبُّ اللّٰهُ الْجَهْرَ بِالسُّوءِ مِنَ الْقَوْلِ إِلَّا مَنْ ظُلِمَ» ‹قرآن›:** زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىدىن باشقا (ھېچقانداق) بىر كىشىنىڭ ئاشكارا يامان سۆز قىلىشىنى ئاللاھ ياقتۇرمايدۇ.

**«وَالْعَبْدُ مَعَ مَنْ أَحَبَّ» ‹حديث›:** ئىنسان سۆيگەن كىشىسى بىلەن بىللە بولىدۇ.

**«قُلْ إِنْ كُنْتُمْ تُحِبُّونَ اللّٰهَ فَاتَّبِعُونِي يُحْبِبْكُمُ اللّٰهُ» ‹قرآن›:** ئېيتقىنكى، ئەگەر سىلەر ئاللاھنى دوست تۇتساڭلار ماڭا ئەگىشىڭلاركى، ئاللاھ سىلەرنى دوست تۇتىدۇ.

**أَحَبَّ الزَّرْعُ:** دان تۇتتى.

**أَحَبُّ:** ئەڭ سۆيۈملۈك.

**«اَلسِّجْنُ أَحَبُّ إِلَيَّ مِمَّا يَدْعُونَنِي إِلَيْهِ» ‹قرآن›:** ماڭا ئۇلار ئۈندىگەن نەرسىدىن كۆرە زىندان سۆيۈملۈكتۇر.

**أَحْبَجَ يُحْبِجُ إِحْبَاجًا:** يېقىنلاشتى، ئاشكارىلاندى.

**أَحْبَجَ الْأَمْرُ:** ئىش ئۇشتۇمتۇت پەيدا بولدى.

**أَحْبَرَ يُحْبِرُ إِحْبَارًا:** خۇشال قىلىۋەتتى، مىننەتدار قىلىۋەتتى، شادلاندۇرۇۋەتتى؛ بېزىدى، زىننەتلىدى.

**أَحْبَرَهُ الشَّيْءُ:** خۇشال قىلدى، شادلاندۇردى؛ زىننەتلىدى.

**أَحْبَرَتِ الْأَرْضُ:** زېمىن بۈك ـ باراقسان بولدى.

**أَحْبَرَ الْكَلَامَ:** سۆزنى تۈزلىدى، ئوڭشىدى، چىرايلىقلاشتۇردى.

**أَحْبَطَ يُحْبِطُ إِحْبَاطًا الْعَمَلَ:** ئەمەلنى بىكار قىلىۋەتتى، مەغلۇپ قىلدى، بىتچىت قىلدى، تارمار قىلدى؛

**«وَكَرِهُوا رِضْوَانَهُ فَأَحْبَطَ أَعْمَالَهُمْ» ‹قرآن›:** ئۇلار ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى ياقتۇرمىدى، شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنى بىكار قىلدى.

**أَحْبَطَ مَسَاعِيَهُ:** ھەرىكەتلىرىنى مەغلۇپ قىلدى.

**أَحْبَكَ يُحْبِكُ إِحْبَاكًا:** پۇختىلىدى، مۇستەھكەملىدى.

**أَحْبَلَ يُحْبِلُ إِحْبَالًا:** ھامىلىدار قىلدى، ئۆرۈقلاندۇردى، بوغاز قىلدى، چاڭلاشتۇردى.

**أَحْبَى يُحْبِي إِحْبَاءً الرَّامِي:** ئوقچى نىشانغا تەگكۈزەلمىدى.

**رَمَى فَأَحْبَى:** ئېتىپ تەگكۈزەلمىدى.

**أُحْبُوشٌ و أُحْبُوشَةٌ ج أَحَابِيشُ:** ئايرىم قەبىلىلەردىن بولغان كىشىلەر توپى.

**أُحْبُولٌ:** تورا، قاپقان، توزاق.

**أُحْبُولَةٌ ج أُحْبُولَاتٌ وأَحَابِيلُ ج حَبَائِلُ:** قاپقان، قىسماق، تور، توزاق؛ ئارغامچا، ئارقان، سالما، كەمەن، سىرتماق.

**«ذَهَبَتْ ضَحِيَّةَ أَحَابِيلِهِ»:** ئۆزى كولىغان ئورىغا ئۆزى چۈشتى.

**إِحْتَاجَ يَحْتَاجُ إِحْتِيَاجًا إِلَيْهِ:** موھتاج بولدى، ھاجىتى چۈشتى، ئېھتىياجلىق بولدى.

**«إِنَّنَا نَجِدُ كُلَّ مَا نَحْتَاجُ إِلَيْهِ مِنَ الْبَضَائِعِ فِي الْأَسْوَاقِ»:** بىز ئېھتىياجلىق بولغان ماللارنىڭ ھەممىسىنى بازارلاردا چوقۇم تاپىمىز.

**إِحْتَارَ يَحْتَارُ إِحْتِيَارًا:** يول تاپالمىدى، ئېزىپ قالدى؛ ھودۇقۇپ قالدى.

**إِحْتَازَ يَحْتَازُ إِحْتِيَازًا:** ئىگىلىدى؛ قولغا كەلتۈر-

دى، ئېرىشتى، ئۆز ئىچىگە ئالدى.

**اِحْتَاطَ يَحْتَاطُ اِحْتِيَاطًا:** ئالدىنى ئالدى، ساقلاندى، مۇداپىئەلەندى.

**اِحْتَاطَ لِنَفْسِهِ:** ئاۋايلىدى، پەخەس بولدى.

**اِحْتَاطَ عَلَى الشَّيْءِ:** قارىدى، ھالىدىن خەۋەر ئالدى.

**اِحْتَاطَ بِهِ:** قورشىدى، ئورىدى.

**اِحْتَالَ يَحْتَالُ اِحْتِيَالًا الرَّجُلُ:** ھىيلە ئىشلەتتى.

**اِحْتَالَ عَلَيْهِ:** ئالدامچىلىق قىلدى، پەللىدى.

**اِحْتِبَاسٌ:** توختاپ قالماق؛ توسۇلۇپ قالماق، كېچىكتۈرمەك.

**اِحْتِبَاسُ الْبَوْلِ:** سۈيدۈك توسۇلۇپ قېلىش، سۈيدۈك يولى توسۇلۇپ قېلىش، سۈيدۈك تۇتۇلۇش.

**اِحْتَبَسَ يَحْتَبِسُ اِحْتِبَاسًا:** توختاپ قالدى، توسۇلۇپ قالدى؛ يىغدى، جەم قىلدى.

**اِحْتَبَسَ أَنْفَاسُهُ:** تىنالماي قالدى.

**اِحْتَبَسَ فِي الْكَلَامِ:** توختىۋالدى، كېكەچلىدى.

**اِحْتَبَكَ يَحْتَبِكُ اِحْتِبَاكًا الثَّوْبَ:** رەختنى پۇختا توقىدى، سىلىق توقىدى.

**اِحْتَبَلَ يَحْتَبِلُ اِحْتِبَالًا الصَّيْدَ:** قاپقان بىلەن ئوۋلىدى، قاپقان قويۇپ ئوۋلىدى.

**اِحْتِجَابٌ:** يوشۇرۇنۇش، كۆرۈنمەسلىك، يۈزىنى يېپىش، ھىجاب.

**«عَدَمُ الْاِحْتِجَابِ عَادَةٌ قَدِيمَةٌ فِي نِسَاءِ الْعَرَبِ»:** ھىجاپسىز يۈرۈش ئەرەب ئاياللىرىنىڭ قەدىمىي ئادىتىدۇر.

**اِحْتِجَاجٌ ج اِحْتِجَاجَاتٌ:** نارازىلىق، ئېتىراز بىلدۈرۈش، رەددىيە بېرىش، نارازىلىق بىلدۈرۈش؛ ئاقلاش.

**اَلْاِحْتِجَازُ:** ئىككى ئارىغا توسما تۇرغۇزۇش.

**اِحْتَجَبَ يَحْتَجِبُ اِحْتِجَابًا:** يوشۇرۇندى، مەخپىي بولدى، كۆرۈنمىدى.

**اِحْتَجَبَ عَنِ النَّاسِ:** كىشىلەردىن ئۆزىنى چەتكە ئالدى، كىشىلەرگە كۆرۈنمىدى.

**اِحْتَجَبَ وَرَاءَ كَذَا:** يوشۇرۇنىۋالدى، مۆكۈۋالدى.

**«اِحْتَجَبَتِ الْجَرِيدَةُ أَوِ الْمَجَلَّةُ عَنِ الصُّدُورِ»:** گېزىت ياكى ژۇرنال توختاپ قالدى.

**اِحْتَجَبَتِ الْمَرْأَةُ:** ئايال يۈزىنى ياپتى، يات ئەرلەرگە كۆرۈنمىدى.

**اِحْتَجَّ يَحْتَجُّ اِحْتِجَاجًا:** نارازىلىق بىلدۈردى، رەددىيە بەردى، ھۆججەتلەشتى.

**اِحْتَجَّ عَلَى الْأَمْرِ:** رەددىيە بەردى، رەت قىلدى، پاكىت كۆرسەتتى.

**«اِحْتَجَّ الطُّلَّابُ عَلَى رَفْعِ مَصَارِيفِ الدِّرَاسَةِ»:** ئوقۇغۇچىلار ئوقۇش راسخوتىنىڭ ئۆرلەپ كەتكەنلىكىگە نارازىلىق بىلدۈردى.

**اِحْتَجَّ بِكَذَا:** نارازىلىق بىلدۈردى.

**اِحْتَجَرَ يَحْتَجِرُ اِحْتِجَارًا:** ھۇجرا تۇتتى (ئۆي).

**اِحْتَجَرَ الشَّيْءَ:** نەرسىنى ئۆيدە قويدى.

**اِحْتَجَزَ يَحْتَجِزُ اِحْتِجَازًا:** توپلاندى، يىغىلدى، چەكلىدى؛ قولغا ئالدى.

**اِحْتَجَزَ الرَّجُلُ:** كىشى ھىجاز زېمىنىغا كەلدى.

**اِحْتَجَزَ بِهِ:** باش تارتتى.

**اِحْتَجَنَ يَحْتَجِنُ اِحْتِجَانًا:** جەلپ قىلدى، مايىل قىلدى؛ بۇلىدى، تارتىۋالدى؛ بۇلدى.

**اِحْتَجَنَ بِالْمِحْجَنِ:** ئىلمەك بىلەن ئىلدى، بۇلىدى، تارتىۋالدى؛ بۇلدى.

**اِحْتَجَى يَحْتَجِي اِحْتِجَاءً:** يوشۇردى، مەخپىي تۇتتى.

**اِحْتِدَامٌ:** كەسكىنلەشمەك.

**اِحْتَدَّ يَحْتَدُّ اِحْتِدَادًا الشَّخْصُ:** غەزەپلەندى، قوپال گەپ قىلدى.

**اِحْتَدَّ:** ئېغىرلاشتى، كەسكىنلەشتى، غەزىپى تاشتى.

**اِحْتَدَّ السَّيْفُ:** قىلىچ ئىتتىدى.

**«تَحْتَدُّ الْمَعْرَكَةُ بَيْنَ أَنْصَارِ الْقَدِيمِ وَأَنْصَارِ الْجَدِيدِ»:** كونىلىق تەرەپدارلىرى بىلەن يېڭىلىق تەرەپدارلىرى ئوتتۇرىسىدا كۈرەش كەسكىنلەشتى.

**اِحْتَدَمَ يَحْتَدِمُ اِحْتِدَامًا:** ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى، چېچىلدى.

**اِحْتَدَمَ النَّهَارُ:** قاتتىق ئىسسىق بولدى.

إِخْتَدَمَ الشَّرَابُ: شاراب كۆچلۈك بولدى، كۆچەيدى.

إِخْتَدَمَ الْقِدْرُ: قازان قايناپ كەتتى.

«إِخْتَدَمَ النِّقَاشُ بَيْنَهُمَا»: ئۇلارنىڭ ئارىسىدا مۇنازىرە كەسكىن بولدى.

إِخْتَدَى يَخْتَدِي إِخْتِدَاءً: ئەگەشتى، كەينىدىن ماڭدى؛ قوغلاشتى.

«إِخْتَدَى اللَّيلُ والنَّهَارُ»: كېچە كۈندۈزگە ئەگەشتى، كېچە كۈندۈزنى قوغلىدى.

إِخْتَذَرَ يَخْتَذِرُ إِخْتِذَارًا: ساقلاندى، ھەزەر قىلدى، ئالدىنى ئالدى، ئېھتىيات قىلدى.

إِخْتَذَى يَخْتَذِي إِخْتِذَاءً: ئاياغ كىيدى؛ دورىدى.

إِخْتِرَازٌ: ساقلىنىش، پەرھىز تۇتۇش.

قَرَارٌ إِخْتِرَازِيٌّ: قوغدىنىش ھەققىدىكى بەلگىلىمىلەر.

تَدَابِيرُ إِخْتِرَازِيَّةٌ: قوغدىنىش ھەققىدىكى چارە - تەدبىرلەر.

إِخْتِرَاسٌ: ساقلانماق، قوغدالماق، مۇداپىئەلەنمەك.

بِإِخْتِرَاسٍ: ھوشيارلىق بىلەن.

«فَعَلَ ذَلِكَ عَلَى سَبِيلِ الْإِخْتِرَاسِ»: بۇنى ئېھتىيات يۈزىسىدىن قىلدى.

إِخْتِرَاقٌ: كۆيمەك، يانماق.

إِخْتِرَاقٌ دَاخِلِيٌّ: ئىچىدە يانماق، ئىچكى جەھەتتىن كۆيمەك.

مُحَرِّكٌ بِالْإِخْتِرَاقِ الدَّاخِلِيِّ: ئىچىدىن ياندىغان دېۋىگاتېل.

إِخْتِرَامٌ: ھۆرمەتلىمەك، ئىكرام قىلماق.

إِخْتِرَامُ الْمِلْكِيَّةِ: خۇسۇسىي مۈلۈككە چېقىلماسلىق.

«عَفَوْتُ عَنْهُ إِخْتِرَامًا لَكَ»: سېنىڭ ھۆرمىتىڭدىن ئۇنى كەچۈردۈم.

«وَقَفْنَا إِخْتِرَامًا لِلْأُسْتَاذِ»: ئۇستازنى ھۆرمەتلەپ ئورنىمىزدىن تۇردۇق.

إِخْتِرَامًا لَهُ: ھۆرمەتلەش يۈزىسىدىن.

«تَقَبَّلْ وَافِرَ الْإِخْتِرَامِ أَوْ مَزِيدَ الْإِخْتِرَامِ»: چوڭ ھۆرمىتىمنى قوبۇل قىلغايسىز (خەت - چەكلەردە يېزىلىدىغان ھۆرمەت سۆزلىرى).

«يَتَمَتَّعُ بِإِخْتِرَامِ الشَّعْبِ»: ئۇ خەلقنىڭ ھۆرمىتىگە سازاۋەر.

جَدِيرٌ بِالْإِخْتِرَامِ: ھۆرمەتلەشكە لايىق.

إِخْتِرَامُ الذَّاتِ: ئۆزىنىڭ ھۆرمىتىنى بىلمەش، ھۆرمىتىنى ساقلاش.

إِخْتَرَثَ يَخْتَرِثُ إِخْتِرَاثًا الْأَرْضَ: يەر ھەيدىدى.

إِخْتَرَزَ يَخْتَرِزُ إِخْتِرَازًا مِنْ: ساقلاندى، پەخەس بولدى.

«يَخْتَرِزُ فِي أَكْلِهِ مِنَ اللُّحُومِ الْحَمْرَاءِ»: تاماقتا گۆشتىن پەرھىز تۇتىدۇ.

إِخْتَرَسَ يَخْتَرِسُ إِخْتِرَاسًا مِنَ الشَّيْءِ: ساقلاندى، مۇداپىئەلەندى، پەخەس بولۇپ تۇردى.

إِخْتَرِسْ مِنْ كَذَا: ھېزى بول، ساقلانغىن، ھەزەر قىل.

إِخْتَرِسْ مِنَ النَّشَّالِينَ: يانچۇقچىلاردىن ساقلان.

إِخْتَرَصَ يَخْتَرِصُ إِخْتِرَاصًا الرَّجُلُ: بىر نەرسىگە ئېرىشىش ئۈچۈن تىرىشتى.

إِخْتَرَفَ يَخْتَرِفُ إِخْتِرَافًا: كەسىپ قىلدى، كەسىپ بىلەن شۇغۇللاندى.

إِخْتَرَفَ الْمُحَامَاةَ: ئادۋوكات بولدى.

إِخْتَرَقَ يَخْتَرِقُ إِخْتِرَاقًا: كۆيدى، ياندى، لاۋۇلدىدى.

«لَقَدْ إِخْتَرَقَتْ يَدُهُ وَلَا يَزَالُ يُعَانِي أَلَمًا شَدِيدًا»: ئۇنىڭ قولى كۆيۈپ كېتىپ ئېچىشىپ ئاغرىۋاتىدۇ.

«فَأَصَابَهَا إِعْصَارٌ فِيهِ نَارٌ فَاخْتَرَقَتْ» (قرآن): (بۇ باغ) ئوت ئېلىپ كەلگەن بىر قارا بوراندا كۆيۈپ كەتتى.

إِخْتَرَمَ يَخْتَرِمُ إِخْتِرَامًا: ھۆرمەتلىدى.

«مِنْ مَكَارِمِ الْأَخْلَاقِ أَنْ يَخْتَرِمَ الْمَرْءُ مَنْ هُمْ أَكْبَرُ سِنًّا مِنْهُ»: ئادەمنىڭ ياش جەھەتتىن ئۆزىدىن چوڭ كىشىلەرنى ھۆرمەتلىشى گۈزەل ئەخلاقنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

«اَلَّذِيْنَ يَخْتَرِمُونَ النَّاسَ يَخْتَرِمُهُمُ النَّاسُ»: كىشىلەرنى ھۆرمەتلەيدىغان ئادەمنى كىشىلەر-

مۇ هۆرمەتلەيدۇ.

**«أَحْتَرِمُ مَوَاعِيْدَ الْمَدْرَسَةِ»**: مەكتەپنىڭ ۋاقىتلىرىغا رىئايە قىلىمەن.

**إِحْتَزَمَ يَحْتَزِمُ إِحْتِزَامًا**: ئۇنىڭغا تەييارلاندى.

**إِحْتِسَابٌ**: ھېساب ئېلىش، تەكشۈرۈش.

**إِحْتَسَبَ يَحْتَسِبُ إِحْتِسَابًا الْأَمْرَ**: ئويلىدى، ساندى، تەھقىقلىدى، تەكشۈردى، گۇمان قىلدى.

**«وَيَرْزُقْهُ مِنْ حَيْثُ لَايَحْتَسِبُ» (قرآن)**: ئاللاھ ئۇنىڭغا ئويلىمىغان يەردىن رىزقى بېرىدۇ.

**إِحْتَسَبَ بِهِ**: كۆپايىلەندى، ھېسابقا ئېلىندى.

**إِحْتَسَبَ وَلَدًا لَهُ**: ساۋابىنى كۆزدە تۇتۇپ بالىسىنىڭ ۋاپاتىغا سەۋر قىلدى.

**«هَذَا رَأْيٌ لَا يُحْتَسَبُ بِهِ»**: بۇ پىكىر ھېسابقا ئېلىنمايدۇ.

**إِحْتَسَى يَحْتَسِي إِحْتِسَاءً الْقَهْوَةَ**: قەھۋەنى ئوتلاپ ئىچتى.

**إِحْتِسَاءٌ**: سۇ چىقىرىش ئۈچۈن سازلىقنى كولىماق.

**إِحْتِشَامٌ**: ھايا قىلماق، تارتىنماق، قورۇنماق؛ ئەدەپ، ئەدەبلىك، تۈغقانچىلىق.

**«تَكَلَّمَ بِإِحْتِشَامٍ»**: ئۇ خىجىللىق بىلەن گەپ قىلدى.

**إِحْتَشَدَ يَحْتَشِدُ إِحْتِشَادًا النَّاسُ**: كىشىلەر يىغىلدى، توپلاندى، جەم بولدى.

**«إِحْتَشَدَتْ قُوَّاتُ الْعَدُوِّ عَلَى الْحُدُودِ»**: دۈشمەن قوشۇنلىرى چېگرىغا توپلاندى.

**«إِحْتَشَدَتِ الشَّوَارِعُ بِالنَّاسِ»**: كوچا ئادەم بىلەن تىقما ـ تىقما بولۇپ كەتتى.

**إِحْتَشَمَ يَحْتَشِمُ إِحْتِشَامًا**: ھايا قىلدى، ئۇيالدى، تارتىندى؛ ياخشى ئورتا يول تۇتتى.

**إِحْتَصَدَ يَحْتَصِدُ إِحْتِصَادًا الزَّرْعَ**: زىرائەتنى ئورىدى.

**إِحْتِضَارٌ**: سەكراتتا چۈشۈپ قالماق، ئۆلۈم يېقىنلاشماق، ھازىر بولماق.

**إِحْتَضَرَ يَحْتَضِرُ إِحْتِضَارًا الْمَجْلِسَ**: يىغىنغا قاتناشتى، ھازىر بولدى.

**إِحْتَضَرَ الْمَكَانَ**: چۈشتى، تۇردى.

**أُحْتُضِرَ الْمَرِيْضُ**: كېسەل سەكراتقا چۈشتى، كېسەل ئۆلۈش ھالىتىدە تۇردى.

**إِحْتَفَنَ يَحْتَفِنُ إِحْتِفَانًا**: ئېرىشتى، ئىگە بولدى، قويىنىغا ئالدى.

**«إِحْتَفَنَ نَصِيْبَهُ مِنْ هَذِهِ الْحَيَاةِ»**: بۇ ھاياتتىن ئۆز نېسىۋىگە ئىگە بولدى، ئارزۇسىغا يەتتى.

**«كَانَتْ دَعْوَتُهُ تَحْتَفِنُ مُخْتَلِفَ الْقَبَائِلِ لِأَنَّهَا قَامَتْ تَحْتَ شِعَارِ التَّوْحِيْدِ»**: ئۇنىڭ چاقىرىقى ئوخشىمىغان قەبىلىلەرنى ئۆز قوينىغا ئالدى، چۈنكى، ئۇنىڭ چاقىرىقى تەۋھىد شوئارى ئاستىدا ئېلىپ بېرىلغانىدى.

**إِحْتَطَبَ يَحْتَطِبُ إِحْتِطَابًا**: ئوتۇن يىغدى، ئوتۇن تەردى.

**إِحْتَطَّ يَحْتَطُّ إِحْتِطَاطًا**: قويۇۋەتتى؛ چۈشۈردى، تۆۋەنلەتتى.

**إِحْتَظَرَ يَحْتَظِرُ إِحْتِظَارًا**: (كالا، قويلارغا) قوتان ياسىدى.

**إِحْتِفَاءٌ**: قارشى ئالماق، قىزغىن كۈتۈۋالماق.

**إِحْتِفَالٌ ج إِحْتِفَالَاتٌ**: مۇراسىم، يىغىن، تەبرىك كۈنى، يىغىلىش؛ قاتار، رەت، سەپ.

**إِحْتِفَالٌ تَذْكَارِيٌّ**: خاتىرىلەش يىغىنى.

**«أُقِيْمَ الْإِحْتِفَالُ وَسَطَ جَوٍّ مِنَ الْحَمَاسَةِ الْحَارَّةِ»**: تەبرىكلەش يىغىنى قىزغىن كەيپىيات ئىچىدە ئېچىلدى.

**قَاعَةُ الْإِحْتِفَالَاتِ**: يىغىن زالى، مۇراسىم زالى.

**إِحْتِفَالًا**: خاتىرىلەش يۈزىسىدىن، تەبرىكلەش ئۈچۈن.

**إِحْتَفَدَ يَحْتَفِدُ إِحْتِفَادًا**: خىزمىتىنى قىلدى، ياردەملەشتى، ھەمكارلاشتى.

**إِحْتَفَرَ يَحْتَفِرُ إِحْتِفَارًا**: كولىدى ، قازدى.

**إِحْتَفَرَ عَلَى الْخَشَبِ**: ياغاچقا ئويدى.

**إِحْتَفَرَ الْكِتَابَةَ**: خەت ئويدى.

**«اَلرَّأْيُ أَنْ يَحْتَفِرَ كُلٌّ مِنْكُمْ حُفْرَتَهُ»**: دېمەك، ھەر ئادەم ئۆزىگە ئۆزى ئورا كولايدۇ.

**إِحْتَفَزَ يَحْتَفِزُ إِحْتِفَازًا**: تۈگۈلدى، يىغىلىۋالدى؛ تەييارلاندى.

**اِحْتَفَظَ يَحْتَفِظُ اِحْتِفَاظًا بِرَأْيِهِ:** ئۆز پىكرىنى ساقلاپ قالدى.

**اِحْتَفَظَ بِسِرِّهِ:** سىر ساقلىدى.

**«اِحْتَفَظَ فِي غُرْبَتِهِ بِحَفْنَةٍ مِنْ تُرَابِ بَلَدِهِ»:** ئۇ غۇربەتچىلىكتە يۇرتىنىڭ بىر ئوچۇم تۇپىسىنى ساقلاپ قالدى.

**«اِحْتَفَظْتُ بِالرِّسَالَةِ مُنْذُ تَسَلَّمْتُهَا حَتَّى الْيَوْمَ»:** خەتنى مەن تاپشۇرۇپ ئالغان كۈندىن تارتىپ بۈگۈنگىچە ساقلاپ كېلىۋاتىمەن.

**اِحْتَفَظَ بِرَأْيِهِ:** پىكرىنى ساقلاپ قالدى.

**اِحْتَفَظَ بِمَنْصِبِهِ:** مەنسىپىنى ساقلاپ قالدى.

**اِحْتَقَّ يَحْتَقُّ اِحْتِقَاقًا النَّبْتَ:** ئۆسۈملۈكنى ئۈردى، يۇلدى.

**اِحْتَقَّ الْقَوْمُ بِهِ:** قورشىۋالدى.

**اِحْتَقَّ الشَّيْءَ:** سويدى.

**اِحْتَفَلَ يَحْتَفِلُ اِحْتِفَالاً:** يىغىلدى، توپلاندى.

**اِحْتَفَلَ بِالرَّجُلِ:** قارشى ئالدى، كۈتۈۋالدى.

**«اِحْتَفَلَ بِعِيدِ مِيلاَدِهِ»:** ئۇ تۇغۇلغان كۈنىنى ئۆتكۈزدى.

**«اِحْتَفَلَ بِالْعِيدِ الْوَطَنِيِّ»:** دۆلەت بايرىمىنى تەبرىكلىدى.

**«اِحْتَفَلَ الطُّلاَّبُ فِي قَاعَةِ الْجَامِعَةِ بِمُنَاسَبَةِ الْعِيدِ الْوَطَنِيِّ»:** دۆلەت بايرىمى مۇناسىۋىتى بىلەن ئوقۇغۇچىلار ئۇنىۋېرسىتېت زالىغا يىغىلدى.

**اِحْتَفَلَ بِالأَمْرِ:** كۆڭۈل بۆلدى، دىققەت قىلدى.

**اِحْتَفَلَهُ الْقَوْمُ:** يىغىلدى، توپلاندى.

**«لاَ تَحْتَفِلْ بِمَنْ يَبْخَلُ بِمَالِهِ»:** پىخسىقنى ھۆرمەتلىمە.

**اِحْتَفَنَ يَحْتَفِنُ اِحْتِفَانًا الشَّجَرَةَ:** دەرەخنى قومۇرۇۋەتتى، دەرەخنى يۇلدى.

**اِحْتَفَى يَحْتَفِي اِحْتِفَاءً الشَّخْصُ:** يالاڭ ئاياغ ماڭدى؛ تەبرىكلىدى.

**«اِحْتَفَى الْمُوَاطِنُونَ بِالأُدَبَاءِ اِحْتِفَاءً بَالِغًا»:** پۇقرالار ئەدىبلەرنى قىزغىن تەبرىكلىدى.

**اِحْتِقَارٌ:** مەنسىتمەسلىك، كەمسىتمەك، ھاقارەتلىمەك، پەس كۆرمەك، كۆزگە ئىلماسلىق.

**اِحْتِقَانٌ:** قان چۈشمەك.

**اِحْتِقَانٌ دِمَاغِيٌّ:** مېڭىگە قان چۈشمەك.

**اِحْتَقَبَ يَحْتَقِبُ اِحْتِقَابًا الشَّيْءَ:** يىغدى، توپلىدى.

**«اِحْتَقَبَ زَيْدًا عَلَى نَاقَتِهِ»:** زەيدنى تۆگىسىگە مىنگۈزىۋالدى.

**اِحْتَقَبَ الإِثْمَ:** گۇناھ قىلدى، گۇناھ ئۆتكۈزدى.

**اِحْتَقَبَ خَيْرًا أَوْ شَرًّا:** ياخشىلىق ياكى يامانلىق قىلدى.

**اِحْتَقَدَ يَحْتَقِدُ اِحْتِقَادًا:** ئاداۋەت ساقلىدى؛ ئۆچ كۆردى.

**اِحْتَقَرَ يَحْتَقِرُ اِحْتِقَارًا:** كەمسىتتى، ھاقارەتلىدى، كۆزگە ئىلمىدى، خورلىدى.

**اِحْتَقَنَ يَحْتَقِنُ اِحْتِقَانًا:** ئوكۇل ئۇرۇلدى.

**اِحْتَقَنَ الْبَوْلُ:** سۈيدۈك توسۇلۇپ قالدى.

**اِحْتَقَنَ وَجْهُهُ:** يۈزى قىزىرىپ كەتتى.

**اِحْتَقَنَ الدَّمُ:** قان چۈشتى، قان تۆكۈلدى.

**اِحْتَكَأَ يَحْتَكِئُ اِحْتِكَاءً:** چىڭىتتى، پۇختىلىدى، مەھكەم قىلدى.

**اِحْتِكَارٌ:** مونوپول قىلماق، بېسىمدارلىق قىلماق.

**اِحْتِكَارُ التِّجَارَةِ الْخَارِجِيَّةِ:** تاشقى سودىنى مونوپول قىلىۋېلىش.

**اِحْتِكَارٌ نَوَوِيٌّ:** يادرو مونوپولىيىسى.

**اِحْتِكَارِيٌّ:** تاماخور، ئاچكۆز؛ بېسىمدار، مونوپول قىلىۋالغۇچى. بېسىمدارلىققا ئائىت، مونوپوللۇققا ئائىت؛ مونوپول تەشكىلات، مونوپول كاپىتالىست، مونوپول قىلغۇچى.

**اِحْتِكَاكٌ:** سۈركىمەك، سۈركەلمەك.

**قُوَّةُ الاِحْتِكَاكِ:** سۈركىلىش كۈچى.

**قَوَانِيْنُ الاِحْتِكَاكِ:** سۈركىلىش قانۇنىيىتى.

**«اَلاِحْتِكَاكُ يُوَلِّدُ الْحَرَارَةَ»:** سۈركىلىش ئىسسىقلىق پەيدا قىلىدۇ.

**«اَلتَّغْيِيْرُ الَّذِي حَدَثَ فِي الشَّرْقِ إِنَّمَا حَدَثَ لِلْمُثَقَّفِيْنَ لِكَثْرَةِ اِحْتِكَاكِهِمْ بِالأَجَانِبِ»:** شەرقتە يۈز بەرگەن ئۆزگىرىش زىيالىيلارنىڭ چەت ئەللىكلەر بىلەن كۆپ مۇئامىلە قىلىشى.

قائىلىقى سەۋەبىدىن يۈز بەرگەن.

**إِحْتَكَرَ يَحْتَكِرُ إِحْتِكَارًا:** مونوپول قىلدى، يالغۇز ئىگىلىۋالدى.

**إِحْتَكَرَ الصَّوَابَ:** مېنىڭ راست دەپ تۇرىۋالدى، ئۆزىنىڭلا گېپىنى يورغىلاتتى.

**«تُحَاوِلُ بَعْضُ الدُّوَلِ الْكُبْرَى أَنْ تَحْتَكِرَ بَيْعَ السِّلَاحِ فِي الْعَالَمِ الثَّالِثِ»:** بەزى چوڭ دۆلەتلەر ئۈچىنچى دۇنيا ئەللىرىگە قورال – ياراغ سېتىشنى مونوپول قىلىشقا ئۇرۇنماقتا.

**إِحْتَكَّ يَحْتَكُّ إِحْتِكَاكًا الْجِلْدُ:** تېرە قىچىشتى.

**إِحْتَكَّ بِالْقَوْمِ:** ئالاقىلەشتى.

**إِحْتَكَمَ يَحْتَكِمُ إِحْتِكَامًا:** يالغۇز ئىگىلىۋالدى، مونوپول قىلىۋالدى.

**«يَحْتَكِمُ النَّاسُ إِلَى مُحَكِّمِينَ يَحْكُمُونَ بَيْنَهُمْ»:** كىشىلەر تەجرىبىلىك كىشىلەرگە ئەرز سۇنۇپ بارىدۇ، ئۇلار ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم قىلىدۇ.

**إِحْتَكَمَ فِيهِمْ:** زالىملىق قىلدى، مۇستەبىتلىك قىلدى.

**إِحْتَكَمَ فِي السُّوقِ:** بازارنى ئىگىلىۋالدى.

**إِحْتِلَالٌ:** ئىشغال قىلماق، بېسىۋالماق، ئىگىلىۋالماق.

**جَيْشُ الْإِحْتِلَالِ:** ئىشغالىيەتچى قوشۇن.

**إِحْتِلَالِيٌّ:** ئىشغالىيەتكە مەنسۇپ.

**إِحْتَلَبَ يَحْتَلِبُ إِحْتِلَابًا:** ساغدى.

**إِحْتَلَّ يَحْتَلُّ إِحْتِلَالًا الْمَكَانَ:** ئىگىلىۋالدى، ئىشغال قىلىۋالدى.

**«لَا سَلَامَ فِي الْمِنْطَقَةِ قَبْلَ أَنْ تَنْسَحِبَ إِسْرَائِيلُ مِنَ الْأَرَاضِي الَّتِي إِحْتَلَّتْهَا»:** ئىسرائىلىيە بېسىۋالغان يەرلەردىن چېكىنىپ چىقىپ كېتىشتىن بۇرۇن بۇ رايوندا تىنچلىق بولمايدۇ.

**إِحْتَلَمَ يَحْتَلِمُ إِحْتِلَامًا:** بالاغەتكە يەتتى، ئېھتىلام بولدى.

**إِحْتِمَالٌ:** مۇمكىنچىلىك، ئىمكانىيەت، ئېھتىمال.

**بَعِيدُ الْإِحْتِمَالِ:** ئېھتىمالدىن يىراق، مۇمكىن بولمايدىغان.

**إِحْتِمَالٌ. إِحْتِمَالِيٌّ:** ئېھتىمالغا ئائىت، مۇمكىنچىلىككە ئائىت.

**أَحْتَمُ:** قارا.

**إِحْتَمَلَ يَحْتَمِلُ إِحْتِمَالًا:** مۇمكىن بولدى، دۇرۇس بولدى.

**إِحْتَمَلَ الْأَمْرَ:** بەرداشلىق بەردى.

**إِحْتَمَلَ الصَّنِيعَةَ:** ھىممىتىگە رەھمەت ئېيتتى.

**«إِحْتَمَلَ مَا كَانَ مِنْهُ امَا صَدَرَعَنْهُ»:** كۆز يۇمدى؛ كەڭ قورساقلىق قىلدى.

**إِحْتَمَى يَحْتَمِي إِحْتِمَاءً بِهِ:** سېغىندى؛ ئىلتىجا قىلدى.

**إِحْتَمَى فِي الْحَرْبِ:** ئۇرۇشتا ئۆزىنى قوغدىدى.

**إِحْتَمَى الْمَرِيضُ:** كېسەل پەرھىز تۇتتى.

**إِحْتَمَى مِنْهِ:** ساقلاندى.

**إِحْتَنَكَ يَحْتَنِكُ إِحْتِنَاكًا فُلَانًا:** قولغا كەلتۈرۈپ رام قىلىۋالدى.

**إِحْتَوَشَ يَحْتَوِشُ إِحْتِوَاشًا:** قورشىۋالدى.

**إِحْتَوَضَ يَحْتَوِضُ إِحْتِوَاضًا الْمَاءَ:** سۇ يىغدى.

**إِحْتَوَضَى الْأَرْضَ:** يەرنى تاختىلاشتۇردى.

**إِحْتَوَى يَحْتَوِي إِحْتِوَاءً الشَّيْءَ:** ئۆز ئىچىگە ئالدى، ئىچىگە سىغدۇردى.

**إِحْتِيَاجٌ ج إِحْتِيَاجَاتٌ:** ھاجەت، لازىملىق نەرسە، ئېھتىياج.

**فَائِضٌ عَنِ الْإِحْتِيَاجِ:** ئېھتىياجدىن ئۇشۇق، ئارتۇقچە، ھاجەتسىز.

**إحتِيَاطٌ ج إِحْتِيَاطَاتٌ:** دىققەت قىلماق، ئېھتىيات قىلماق، پەخەس بولماق، ھەزەر ئەيلىمەك.

**دُونَ إِحْتِيَاطٍ:** بوشاشماي، قىلچە يوشۇرماي، ئېھتىياتسىزلىق.

**عَلَى سَبِيلِ الْإِحْتِيَاطِ:** ئېھتىيات ئۈچۈن.

**آلْإِحْتِيَاطُ الرَّسْمِيُّ مِنَ الذَّهَبِ:** ھۆكۈمەتنىڭ ئالتۇن زاپىسى.

**ضَابِطُ إِحْتِيَاطٍ:** زاپاس ئوفىتسېر؛ زاپاس ئەسكەر.

**جُنْدِيُّ إِحتِيَاطٍ:** زاپاس قوشۇن.

**إِحْتِيَاطُ الْبَنْكِ:** بانكىنىڭ ئېھتىيات فوندى.

**إِحْتِيَاطِيٌّ:** ئېھتىياتقا ئائىت.

**إِحْتِيَاطِيُّ النِّفْطِ أَوِالزَّيْتِ الْخَامِ:** زاپاس نېفىت.

**تَدَابِيرُ أَوْ إِجْرَاءَاتٌ إِحْتِيَاطِيَّةٌ:** ئېھتىياتلىق تەدبىرلەر.

**حُبُوبٌ إِحْتِيَاطِيَّةٌ:** زاپاس ئاشلىق.

**إِحْتِيَالٌ:** ھىيلە ئىشلەتمەك، ئالدامچىلىق قىلماق.

**أَحَثَّ يُحِثُّ إِحْثَاثًا عَلَى:** ھەرىكەتلەندۈردى، سەپەرۋەر قىلدى، رىغبەتلەندۈردى، قىزىقتۇردى، ئىلھاملاندۇردى، قوزغىدى، قۇتراتتى.

**إِحْجَامٌ:** چېكىنىش، داجىش، ئارقىغا يېنىش؛ تىزگىنلىنىش.

**أَحَجَّ يُحِجُّ إِحْجَاجًا:** ھەج قىلدۇردى، ھەج قىلىشقا ئەۋەتتى.

**أَحْجَرَهُ يُحْجِرُ إِحْجَارًا:** يوشۇردى، سەترى قىلدى، ياپتى.

**أَحْجَمَ يُحْجِمُ إِحْجَامًا عَنِ الشَّيْءِ:** چەكلەندى، تىزگىنلەندى؛ چېكىندى.

**أَحْجَمَ عَنِ الْأَمْرِ:** ۋاز كەچتى، رەت قىلدى، ياندى.

**«أَحْجَمَ الْجُنْدُ عَنِ الْقِتَالِ»:** قوشۇن ئۇرۇشتىن چېكىندى.

**أَحْجَمَتِ النَّارُ:** ئوت گۇرۇلدەپ كۆيدى، ئوت ئۇلغىيىپ كۆيدى.

**أَحْجَنُ م حَجْنَاءُ ج حُجْنٌ:** ئەگرى.

**أَحْجَى يُحْجِي إِحْجَاءً:** تېگىشلىك، ئەڭ لايىق، ئەڭ ھەقلىق.

**أُحْجِيَّةٌ ج أَحَاجِي:** تېپىشماق، مۇئەمما، تېپىشماق.

**إِنَّهُ بَارِعٌ فِي حَلِّ الْأَحَاجِيِّ:** ئۇ، مۇئەمما (تېپىشماق) تېپىشقا ئۇستا.

**أَحَّ يَؤُحُّ أَحًّا:** يۆتەلدى.

**أَحَّدَ يُؤَحِّدُ تَأْحِيدًا الشَّيْءَ:** تاق قىلدى، بىرلىككە كەلتۈردى.

**أَحَدٌ م إِحْدَى:** بىر، يەككە - يېگانە، يالغۇز، تەنھا.

**اَلْأَحَدُ:** ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، يەككە - يېگانە ئاللاھ دېگەن مەنىدە.

**يَوْمُ الْأَحَدِ:** يەكشەنبە.

**«قُلْ هُوَ اللّٰهُ أَحَدٌ» ‹قۇرآن›:** (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، ئۇ ئاللاھ بىردۇر.

**أَحَدْمَا:** ھېچ ئادەم، ھەرقانداق ئادەم.

**«حَدَّثَ عَنْهُ أَحَدُ تَلَامِذَتِهِ»:** شاگىرتلىرىنىڭ بىرى ئۇ توغرىلىق سۆزلەپ بەردى.

**أَحَدَ عَشَرَ م إِحْدَى عَشَرَةَ:** ئون بىر.

**لَمْ أَرَ أَحَدًا:** مەن ھېچكىمنى كۆرمىدىم.

**«هَلْ فِي الدَّارِ أَحَدٌ»:** قورۇدا بىرەرسى بارمۇ؟

**«سَيَعِيلُ يَوْمَ الْأَحَدِ»:** ئۇ يەكشەنبە كۈنى يېتىپ كېلىدۇ.

**«لَا يَعْمَلُ الْأُورُبِّيُّونَ أَيَّامَ الْآحَادِ»:** ياۋروپالىقلار يەكشەنبە كۈنلىرى ئىشلىمەيدۇ.

**أَحَدُ النَّاسِ:** مەلۇم بىر ئادەم، بىر ئادەم.

**«قَالَ أَحَدُهُمْ»:** ئۇلارنىڭ بىرى ئېيتتى.

**«حَضَرَتْ إِحْدَى الطَّالِبَاتِ»:** قىز ئوقۇغۇچىلارنىڭ بىرى ھازىر بولدى.

**أُحُد:** ئوھود تېغى. (مەدىنىگە تۆت كىلومېتىر كېلىدىغان مەدىنىنىڭ شىمال تەرىپىدىكى بىر تاغنىڭ ئىسمى.)

**أَحْدَبَ يُحْدِبُ إِحْدَابًا:** دوك قىلىپ قويدى.

**أَحْدَبُ م حَدْبَاءُ ج حُدْبٌ:** بىلەكتىكى بىر تومۇر؛ دوك، دوڭغاق؛ ئەگمە قىلىچ؛ ئەگمە پىچاق.

**أَحْدَثَ يُحْدِثُ إِحْدَاثًا:** ئىجاد قىلدى، پەيدا قىلدى، بەرپا قىلدى، كەشىپ قىلدى، ياراتتى، ياسىدى.

**«لَا تَدْرِي لَعَلَّ اللّٰهَ يُحْدِثُ بَعْدَ ذٰلِكَ أَمْرًا»**

‹قۇرآن›: سەن بىلمەيسەنكى، ئاللاھ شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى تالاقتىن كېيىن) بىرەر ئىشنى مەيدانغا كەلتۈرۈشى مۇمكىن.

**«أَحْدَثَ الْإِنْفِجَارُ كَارِثَةً»:** پارتلاش كرىزىس پەيدا قىلدى.

**أَحْدَثَ الرَّجُلُ:** تاھارىتى بۇزۇلىدىغان ئىش سادىر بولدى.

**أَحْدَثَ تَأْثِيرًا كَذَا:** تەسىر كۆرسەتتى.

«أَحْدَثَ طُرُقًا جَدِيدَةً فِي التَّدْرِيسِ» : ئوقۇ - ئوقۇتۇشتا يېڭى ئۇسۇللارنى ئىجاد قىلدى.

**أُحْدُوثَةٌ ج أَحَادِيثُ:** گەپ - سۆز، سۆز - چۆچەك، سۆھبەت تېمىسى؛ ساپاق، تۆتقا (گەپنىڭ).

**صَارَ أُحْدُوثَةً:** چۆچەككە ئايلاندى.

**أَحْدَجَ يُحْدِجُ إِحْدَاجًا الْبَعِيرَ:** تۆگىگە كاجۇ ئارتتى، تۆگىگە توقۇم توقىدى.

**أَحَدَّ يُحِدُّ إِحْدَادًا السِّكِّينَ:** پىچاقنى بىلىدى.

**أَحَدَّتِ الْمَرْأَةُ:** ئايال ھازا تۇتتى، قارىلىق تۇتتى.

**أَحَدَّ السَّيْفَ:** قىلىچنى بىلىدى، ئىتتىكلەتتى.

**أَحَدَّ إِلَيْهِ النَّظَرَ:** تىكىلىپ قارىدى، سىنچىلاپ قارىدى، دىققەت بىلەن قارىدى.

**أَحْدَرَ يُحْدِرُ إِحْدَارًا الْقِرَاءَةَ:** تېز ئوقۇدى.

**أَحْدَقَ يُحْدِقُ إِحْدَاقًا بِهِ:** قورشىۋالدى، ئورىۋالدى.

**أَحْدَقَتْ بِنَا الشَّدَائِدُ:** بىزنى قىيىنچىلىقلار ئورىۋالدى.

**إِحْدَوْدَبَ يَحْدَوْدِبُ إِحْدِيدَابًا:** دوك بولۇپ قالدى.

**أُحْدُورٌ:** يانتۇ ئېتىز، يانتۇلۇق.

**إِحْدَوْدَقَ يَحْدَوْدِقُ إِحْدِيدَاقًا:** قورشىۋالدى، ئورىۋالدى.

**أُحْدُوَّةٌ. أُحْدِيَّةٌ:** تۆگە ھەيدىگەندە ئېيتىلىدىغان ناخشا، پادىچى ناخشىسى.

**أَحَدِيٌّ:** يەكشەنبىلىك.

**أَحَدِيَّةٌ:** بىردەكلىك، ئوخشاشلىق.

**أَحْذَى يُحْذِي إِحْذَاءً ــ هُ:** غەنىيمەتتىن بىر قىسمىنى بەردى؛ نەيزە سانجىدى.

**أَحْرَارِيٌّ:** لىبېرالىزمچى، لىبېرالىزم.

**إِحْرَاقٌ:** كۆيدۈرمەك.

**إِحْرَامٌ:** ئېھرام باغلىماق (ھەج قىلغۇچىلار ھەج ۋاقتىدا ئادا قىلىدىغان بەلگىلىمىلەرنىڭ بىرى).

**مَلَابِسُ الإِحْرَامِ:** ئېھرام كىيىمى، ئېھراملىق.

**أَحْرَثَ يُحْرِثُ إِحْرَاثًا الدَّابَّةَ:** ئۇلاغنى چارچىتىۋەتتى.

**أَحْرَجَ يُحْرِجُ إِحْرَاجًا:** مەجبۇرلىدى، زورلىدى، قىستىدى؛ گۇناھقا گىرىپتار بولدى.

«وأَحْرَجَ عَلَيْهِ الأَمْرَ» : مەنئى قىلدى.

«أَحْرَجَنِي بِإِفْشَاءِ مَا اتَّفَقْنَا عَلَى كِتْمَانِهِ» : يوشۇرۇشقا كېلىشكەن ئىشنى مېنى ئاشكارىلاشقا قىستىدى.

**أَحْرَجَ مَرْكَزَهُ:** قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويدى.

**أَحْرَجَ فِي يَمِينِهِ:** قەسىمىنى بۇزدى.

**أَحْرَدَ يُحْرِدُ إِحْرَادًا:** ئۇنى يالغۇز قويدى.

**أَحْرَدَ فِي الْمَشْيِ:** تېز ماڭدى.

**أَحْرَدُ:** بېخىل.

**رَجُلٌ أَحْرَدُ:** پىخسىق ئادەم.

**عَلَى أَحَرَّ مِنَ الْجَمْرِ:** ئۇزۇن كۈتۈپ ئازابلانغان، كۆپ ئىنتىزار بولۇپ ئازابلانغان.

«كَانَتْ تَنْتَظِرُ عَلَى أَحَرَّ مِنَ الْجَمْرِ عَوْدَةَ ابْنِهَا مِنَ الْبَعْثَةِ» : ئوغلىنىڭ قايتىپ كېلىشىنى تاقەتسىزلىك بىلەن كۈتەتتى.

**أَحَرَّ يُحِرُّ إِحْرَارًا النَّهَارُ:** كۈن ئىسسىدى، قىزىدى.

**أَحَرَّ صَدْرَهُ:** ئۇسسىتىۋەتتى، تەشنا قىلدى.

**أَحْرَزَ يُحْرِزُ إِحْرَازًا الشَّيْءَ:** ئېرىشتى، ئىگە بولدى.

**أَحْرَزَ الْمَكَانُ الرَّجُلَ:** پاناھ بولدى، پاناگاھ بولدى.

**أَحْرَزَ شُهْرَةً:** شۆھرەت قازاندى.

**أَحْرَزَ فَوْزًا:** يېڭىپ چىقتى، غەلىبىگە ئېرىشتى.

**أَحْرَزَ نَجَاحًا:** مۇۋەپپەقىيەت قازاندى.

**أَحْرَزَ قَصَبَ السَّبْقِ:** چېمپىيون بولدى، باشقىلارنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ كەتتى.

**أَحْرَسُ:** قەدىمىي.

**أَحْرَشُ م حَرْشَاءُ ج حُرْشٌ:** قوپاللىق، يىرىكلىك.

**أَحْرَقَ يُحْرِقُ إِحْرَاقًا:** كۆيدۈردى، ئوت قويدى.

**أَحْرَقَهُ بِالْمِبْرَدِ:** ئېگەكلىدى.

«لاَ يَسْتَطِيعُ الْمَرْءُ أَنْ يُحْرِقَ مِثْلَ هَذِهِ الْكَمِيَّةِ

**الْكَبِيرَةِ مِنَ الْفَحْمِ فِي شِتَاءٍ وَاحِدٍ»:** كىشى مۇنچىۋالا نۇرغۇن كۆمۈرنى بىر قىش ئىچىدە قالاپ بولالمايدۇ.

**أَحْرَقَهُ بِالْحَرَارَةِ:** كۆيدۈردى.

**أَحْرَقَ أَمَامَهُ بُخُورَ الْمَدِيحِ:** كۆككە كۆتۈردى (خۇشامەتچىلىك قىلدى).

**«مِنَ الْمُؤَسَّفِ أَنْ تُحْرَقَ هَذِهِ الْأَخْشَابُ وَهِيَ لَاتَزَالُ صَالِحَةً لِلْإِسْتِعْمَالِ»:** ھېلىمۇ ئىشلىتىشكە بولىدىغان ياغاچلارنى قالاش ئەپسۇسلىنارلىق ئىش.

**أَحْرَمَ يُحْرِمُ إِحْرَامًا:** ئېھرام باغلىدى، ھەرەمگە كىردى.

**أَحْرَمَ بِالْحَجِّ أَوِالْعُمْرَةِ:** ھەجگە ياكى ئۆمرىگە ئېھرام باغلىدى.

**أَحْرَمَ بِالصَّلَاةِ:** نامازغا كىردى.

**إِحْرَنْجَمَ يَحْرَنْجِمُ إِحْرِنْجَامًا الْقَوْمُ:** يىغىلدى، توپلاندى، جەم بولدى.

**إِحْرَنْجَمَ عَنِ الْأَمْرِ:** ئىرادە باغلاپ نىيىتىدىن ياندى.

**أَحْرَى يُحْرِي إِحْرَاءً الشَّيْءَ:** ئازايتتى، كېمەيتتى.

**أَحْرَى الشَّيْءَ:** كېمەيتىۋەتتى.

**مَاأَحْرَى بِهِ:** تازا لايىق كەلدى.

**اَلْأَحْرَى:** ئەڭ لايىق.

**«مِنَ الْأَحْرَى أَنْ نَذْهَبَ إِلَى الْإِجْتِمَاعِ مُبَاشَرَةً»:** ئەڭ ياخشىسى بىز ئۇدۇللا يىغىنغا بارايلى.

**أَحْزَمَ يُحْزِقُ إِحْزَامًا الْفَرَسَ:** ئاتنىڭ تۆشىنى چىڭىتتى.

**أَحْزَمُ ج مَحَازِمُ:** پەرتۇق؛ بەلباغ؛ بەل قىسمى.

**أَحْزَمُ:** ئەڭ ئاقىلانە، ئەڭ ئېھتىياتچان.

**أَحْزَنَ يُحْزِنُ إِحْزَانًا:** غەمكىن قىلدى، خاپا قىلدى، قايغۇغا سالدى.

**أَحْزَنَ عَلَيْهِ:** ماتەم تۇتتى، تەزىيە بىلدۈردى.

**إِحْسَاسٌ ج إِحْسَاسَاتٌ و أَحَاسِيسُ:** سېزىم، ھېس ـ تۇيغۇ.

**«اَلْأَدَبُ يُعَبِّرُ عَنْ أَحَاسِيسِ الشَّعْبِ وَ اتِّجَاهَاتِهِ»:** ئەدەبىيات خەلقنىڭ ھېس ـ تۇيغۇلىرىنى ۋە ئىنتىلىشىنى ئىپادىلەيدۇ.

**عَدِيمُ الْإِحْسَاسِ:** بىخودلۇق، بىپەرۋالىق، سەزگۈنى يوقاتماق.

**إِحْسَاسٌ دَاخِلِيٌّ:** ئىچكى سېزىم.

**إِحْسَاسٌ مُشْتَرَكٌ:** ئورتاق تۇيغۇ، ئورتاق ھېسسىيات.

**قِلَّةُ الْإِحْسَاسِ:** سەزمەسلىك، سەزگۈ ـ تۇيغۇنىڭ ناچارلىششى.

**إِحْسَانٌ ج إِحْسَانَاتٌ:** ياخشىلىق، ئېھسان، مەرھەمەت، ياخشى ئىش.

**صَاحِبُ الْإِحْسَانِ:** خەير ـ ساخاۋەتلىك ئادەم، ياخشىلىق قىلغۇچى ئادەم.

**جَمْعِيَّةُ الْإِحْسَانِ:** خەيرىيەت ئۇيۇشمىسى.

**أَحْسَبَ يُحْسِبُ إِحْسَابًا الشَّيْءَ:** كۆپ قىلدى، يېتەرلىك بولدى.

**أَحْسَبُ:** چىچى ۋە تېرىسى ئاق ئادەم، ئاق كېسەل ئادەم، چېچى ۋە تېرىسى تۇغما ئاق ئادەم.

**أَحَسَّ يُحِسُّ إِحْسَاسًا:** ھېس قىلدى، سەزدى، بىلدى.

**«فَلَمَّا أَحَسَّ عِيسَى مِنْهُمُ الْكُفْرَ قَالَ مَنْ أَنْصَارِي إِلَى اللّٰهِ» ‹قرآن›:** ئەيسا ئۇلارنى (يەنى يەھۇدىلار) دىن كۇفرىنى (كۇفرىدا چىڭ تۇرۇپ، ئۆزىنى ئۆلتۈرۈش نىيىتىگە كەلگەنلىكىنى) سەزگەن چاغدا: «ئاللاھ ئۈچۈن (ئاللاھقا دەۋەت قىلىش يولىدا) ماڭا كىملەر ياردەم بېرىدۇ؟» دېدى.

**«فَلَمَّا أَحَسُّوا بَأْسَنَا إِذَا هُمْ مِنْهَا يَرْكُضُونَ» ‹قرآن›:** ئۇلار بىزنىڭ ئازابىمىزنىڭ (كەلگەنلىكىنى) ھېس قىلغان چاغدا ئۇشتۇمتۇت قاچىدۇ.

**«أَحَسَّ بِقِيمَةِ الدِّرَاسَةِ بَعْدَ ضَيَاعِ الْفُرْصَةِ»:** پۇرسەتنى كەتكۈزۈپ قويغاندىن كېيىن ئوقۇشنىڭ قىممەتلىكىنى ھېس قىلدى.

**«أَحْسَسْتُ بِالْأَلَمِ يَسْرِي فِي بَطْنِي»:** قورسىقىمنىڭ ئاغرىغانلىقىنى ھېس قىلدىم.

**أَحْسَنَ يُحْسِنُ إِحْسَانًا:** ياخشىلىق قىلدى، ياخشى ئىش قىلدى.

**أَحْسَنَ إِلَيْهِ:** ئۇنىڭغا ياخشىلىق قىلدى، ياردەم بەردى، سىلە ـ رەھىم قىلدى.

**أَحْسَنَ الْفَهْمَ:** ئوبدان چۈشەندى.

**«أَحْسَنَ اللُّغَةَ الْعَرَبِيَّةَ»:** ئەرەب تىلىنى پۇختا ئىگىلىدى.

**أَحْسَنَ الْإِخْتِيَارَ:** ئوبدان تاللىدى.

**«وَأَحْسِنْ كَمَا أَحْسَنَ اللّٰهُ إِلَيْكَ» ‹قرآن›:** ئاللاھ ساڭا ياخشىلىق قىلغاندەك، سەن (ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگىمۇ) ياخشىلىق قىلغىن.

**«إِنْ أَحْسَنْتُمْ أَحْسَنْتُمْ لِأَنْفُسِكُمْ» ‹قرآن›:** ئەگەر ياخشىلىق قىلساڭلار، ياخشىلىقىڭلار ئۆزۈڭلار ئۈچۈندۇر.

**أَحْسَنَ الظَّنَّ بِهِ:** ئىشەندى.

**أَحْسَنَ مُعَامَلَتَهُ:** ياخشى مۇئامىلە قىلدى، ئوبدان مۇئامىلىدە بولدى.

**«إِذَا أَحْسَنْتَ الْقَوْلَ فَأَحْسِنِ الْفِعْلَ»:** سۆزۈڭ چىرايلىق بولغاندىن كېيىن، ئىشىڭمۇ چىرايلىق بولسۇن.

**أَحْسَنْتَ:** بەك ياخشى، بەللى، ئاپىرىن.

**أَحْسَنُ ج أَحَاسِنُ م حُسْنَى:** ئەڭ ياخشى، ئەڭ گۈزەل.

**«وَإِذَا حُيِّيتُمْ بِتَحِيَّةٍ فَحَيُّوا بِأَحْسَنَ مِنْهَا» ‹قرآن›:** سىلەرگە بىر كىشى سالام بەرسە، ئۇنىڭغا تېخىمۇ ياخشى سالام بىلەن جاۋاب قايتۇرۇڭلار (يەنى بىر كىشى ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم دەپ سالام بەرسە، ئۇنىڭغا ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋە رەھمەتۇللاھى ۋە بەرەكاتۇھۇ دەڭلار).

**أَحَاسِنُ الْقَوْمِ:** قەۋمنىڭ ياخشىلىرى.

**«لَمْ تُحْضَرِ الْمَوَادُّ بَعْدُ لِذَا فَمِنَ الْأَحْسَنِ أَنْ يَبْدَأَ الْعَمَلُ بَعْدَ أَيَّامٍ»:** ماتېرىياللار تېخى تولۇق ئەمەس، شۇڭلاشقا ئىش بىرقانچە كۈندىن كېيىن باشلانسا ياخشى بولىدۇ.

**«يُؤَدِّي كُلُّ فَرْدٍ وَاجِبَهُ عَلَى أَحْسَنِ وَجْهٍ»:** ھەر ئادەم ۋەزىپىسىنى ناھايىتى ئوبدان ئادا قىلماقتا.

**بِأَحْسَنِ قَصْدٍ أَوْ نِيَّةٍ:** ياخشى نىيەت بىلەن.

**«أَفْضَلُ الْمُؤْمِنِينَ أَحْسَنُهُمْ خُلُقًا» ‹حديث›:** گۈزەل ئەخلاقلىق مۆمىن مۆمىنلەرنىڭ ئەڭ ئارتۇقىدۇر.

**أَحْشَبَ يُحْشِبُ إِحْشَابًا ـ ه:** غەزەپلەندۈردى، ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

**أَحْشَدَ يُحْشِدُ إِحْشَادًا الْقَوْمُ:** يىغىلدى، توپلاندى، جەم بولدى.

**أَحْشَمَ يُحْشِمُ إِحْشَامًا:** خىجىل قىلدى، ئۇيالدۇردى؛ غەزىپىنى كەلتۈردى، ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

**إِحْصَاءٌ:** سانىماق، ھېسابلىماق، مەلۇم قىلماق؛ ستاتىستىكا قىلماق.

**إِحْصَاءُ النُّفُوسِ:** نوپۇس تەكشۈرمەك.

**عِلْمُ الْإِحْصَاءِ:** ستاتىستىكا ئىلمى.

**إِحْصَائِيٌّ:** ستاتىستىكىغا خاس.

**إِحْصَائِيَّةٌ ج إِحْصَائِيَّاتٌ:** ستاتىستىكا سان.

**إِحْصَانٌ:** ئۆيلەنمەك، ئېيپەتلىك بولماق.

**أَحْصَدَ يُحْصِدُ إِحْصَادًا الزَّرْعُ:** زىرائەت پىشتى، يىغىم ۋاقتى يېقىنلاشتى، ھوسۇل يىغىش ۋاقتى يېقىنلاشتى، ئوما يېقىنلاشتى.

**أَحْصَرَ يُحْصِرُ إِحْصَارًا ـ ه الْمَرَضُ:** كېسەل ئۇنى ھالسىزلاندۇردى.

**أَحَصَّ يُحِصُّ إِحْصَاصًا:** بىر ئۈلۈش بەردى.

**أَحَصَّ الشَّيْءَ:** بۆلدى.

**أَحَصَّهُ:** بىر ئۈلۈش بەردى.

**أَحْصَفَ يُحْصِفُ إِحْصَافًا:** تېز يۈگۈردى، چاپتى.

**أَحْصَفَ الْحَبْلَ:** ئارقاننى پۇختا ئەشتى.

**أَحْصَفَ الحَرُّ فُلَانًا:** تېرىسىگە ئىسسىقتىن ھۈررەك چىقىپ كەتتى.

**أَحْصَنَ يُحْصِنُ إِحْصَانًا الرَّجُلُ:** ئۆيلەندى.

**أَحْصَنَتِ الْمَرْأَةُ:** ئايال تالالىق بولدى، ئەرگە تەگدى.

**أَحْصَى يُحْصِي إِحْصَاءً الشَّيْءَ:** ساندى، ھېسابلىدى، مەلۇم قىلدى، تەكشۈردى، تىزىملىدى، چۈشەندى، تولۇق بىلدى.

**أَحْصَى الْكِتَابَ:** يادقا ئالدى، ھېپزى قىلدى.

**أَحْصَى عَلَيْهِ أَنْفَاسَهُ:** ئۇنىڭ ئىش ـ ھەرىكىتىنى نازارەت قىلدى.

**أَحْصَى الشَّيْءَ:** ساندى، ئىگىلىدى، ھېسابلىدى، ستاتىستىكا قىلدى، رويخەتكە ئالدى.

**«وَإِنْ تَعُدُّوانِعْمَةَ اللّٰهِ لَاتُحْصُوهَا» «قرآن»:** سىلەر ئاللاھنىڭ نېمىتىنى ساناپ تۈگىتەلمەيسىلەر.

**«وَكُلَّ شَيْءٍ أَحْصَيْنَاهُ كِتَابًا» «قرآن»:** ھەر نەرسىنى تولۇق خاتىرىلەپ قويىمىز.

**«أَحْصَى الضَّابِطُ عَدَ دَالْجُنُودِفِي وَحْدَتِهِ»:** ئوفىتسېر ئۆز قارىمىقىدىكى ئەسكەرلەرنىڭ سانىنى ئالدى.

**لَايُحْصَى:** ساناقسىز، ساناپ تۈگەتكىلى بولمايدىغان.

**«طَلَبَ الْقَاضِي إِحْضَارَ الْمُتَّهَمِ أَمَامَهُ»:** باش سوتچى جاۋابكارنى ئالدىغا ئېلىپ كېلىشنى تەلەپ قىلدى.

**أَحْضَرَ يُحْضِرُ إِحْضَارًا بِهِ:** ئېلىپ كەلدى، ئەكەلدى.

**مُذَكِّرَةُ إِحْضَارٍ:** چاقىرىقنامە، باغاق.

**«أَحْضَرَ بَعْضَ الْمُنْتَجَاتِ الْمَحَلِّيَّةِ مِنْ قَرْيَتِهِ»:** ئۆز يېزىسىنىڭ بەزى يەرلىك مەھسۇلاتلىرىنى ئېلىپ كەلدى.

**أَخْطَبَ يُخْطِبُ إِخْطَابًا:** كۈتۈن يىغدى، كۈتۈن تەردى.

**أَحَظَّ يُحِظُّ إِحْظَاظًا:** تەلەيلىك بولدى، نېسىۋىلىك بولدى، تەلىيى كەلدى.

**أَخْظَى يُخْظِي إِخْظَاءً:** ئۇنى ئۆزىگە يېقىنلاشتۇردى؛ ئورنىنى كۆتۈردى.

**أَخْظَاهُ بِالشَّيْءِ:** مەرھەمەت قىلدى.

**أَحْفَظَ يُحْفِظُ إِحْفَاظًا:** غەزىپىنى كەلتۈردى، ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

**«أَحَسَّ أَنَّ أُمَّهُ تَأْذِنُ لِإِخْوَتِهِ فِي أَشْيَاءِ تَحْظُرُهَا عَلَيْهِ وَكَانَ ذَلِكَ يُحْفِظُهُ»:** ئۇ ئانىسىنىڭ ئۇنىڭ قېرىنداشلىرىغا ئۇنىڭغا رۇخسەت قىلمايدىغان نەرسىلەرگە رۇخسەت قىلغانلىقىنى ھېس قىلدى، ئۇ ئۇنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈرگەنىدى.

**«أَحْفَظَهُ الْكِتَابَ كُلَّهُ فِي عَشَرَةِ أَيَّامٍ»:** ئۇ ئۇنىڭغا پۈتۈن كىتابنى 10 كۈندە يادلاتقۇزدى.

**أَحْفَظَهُ عَلَى:** غەزەپلەندۈردى، ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

**أَحْفُورٌ ج أَحَافِيرُ:** يەر ئاستىدىن قېزىۋېلىنغان قەدىمىي شەيئىلەر، قازما مەدەنىيەت يادىكارلىقلىرى.

**أَخْفَى يُخْفِي إِخْفَاءً شَارِبَهُ:** بۇرۇتىنى ياسىتىپ قىسقارتتى.

**أَحْفَى السُّؤَالَ:** سۈرۈشتە قىلدى، تېگى ـ تەكتىنى سورىدى.

**أَحْفَى بِهِ:** زىيادە ھۆرمەتلىدى، چوڭقۇر تىنچلىق سورىدى.

**أَحْقَدَ يُحْقِدُ إِحْقَادًا ــ هُ:** ئۇنى ئۆزىگە دۈشمەن قىلىۋالدى، غەزەپلەندۈردى، ئۆچ قىلدى، ئۆچمەنلىكىنى قوزغىدى.

**أَحْقَرَ يُحْقِرُ إِحْقَارًا:** كەمسىتتى، ھاقارەتلىدى، كۆزگە ئىلمىدى، خورلىدى.

**أَحَقَّ يُحِقُّ إِحْقَاقًا:** ھەقنى سۆزلىدى، ھەقنى دېدى، ھەقنى ئىپتتى.

**«وَيُحِقُّ اللّٰهُ الْحَقَّ بِكَلِمَاتِهِ» «قرآن»:** ئاللاھ پاكىتلىرى ئارقىلىق ھەقىقەتنى ئىسپاتلايدۇ.

**«أَحَقَّ اللّٰهُ الْحَقَّ»:** ئاللاھ تائالا ھەقنى ئۆز جايىغا قارار تاپقۇزدى، ئاللاھ ھەقىقەتنى ئىزچىللاشتۇردى.

**أَحَقَّ الشَّيْءَ:** ھەقنى دەۋا قىلىپ مۇقىملاشتۇردى، ھەقنى دەۋا قىلىپ ئىسپاتلىدى.

**أَحَقَّ الْأَمْرَ إِحْقَاقًا:** ھەقىقىي ئەھۋالنى تەكشۈردى، ھەقىقەتنى ئېنىقلىدى.

**أَحَقُّ:** ئەڭ ھەقلىق، ئەڭ توغرا، ئەڭ لايىق.

**«وَتَخْشَى النَّاسَ وَاللّٰهُ أَحَقُّ أَنْ تَخْشَاهُ» «قرآن»:** كىشىلەرنىڭ تەنە قىلىشىدىن قورقتۇڭ، ئاللاھدىن قورقۇشۇڭ ئەڭ ھەقلىق ئىدى.

**إِحْكَامٌ:** پۇختىلىماق، مۇستەھكەملىمەك.

**بِإِحْكَامٍ:** پۇختىلىق بىلەن.

**أَحْكَأَ يُحْكِئُ إِحْكَاءً:** چىڭىتتى، پۇختىلىدى، مەھكەم قىلدى.

**أَحَكَّ يُحِكُّ إِحْكَاكًا الْجِلْدُ:** قىچىشتى.

**أَحْكَمَ يُحْكِمُ إِحْكَامًا:** پۇختا ئىشلىدى، پۇختا قىلدى. كۈچەيتتى، مۇستەھكەملىدى، پۇختىلىدى.

**أَحْكَمَ أَقْفَالَ الْبَابِ:** دەرۋازىنى پۇختا ئەتتى.

أَحْكَمَ الْعَمَلَ: ئىشنى ياخشى ئىشلىدى، پۇختا ئىشلىدى.

«كِتَابٌ أُحْكِمَتْ آيَاتُهُ» «قۇرئان»: ئايەتلەرنىڭ تۈزۈلۈشى پۇختا... كىتابتۇر.

أَخْلَسَ يُخْلِسُ إِخْلَاسًا: تاقىدى، مەجبۇرلىدى.

أَخْلَسَتِ السَّمَاءُ: سىم - سىم يامغۇر ياغدى.

أَحْلَسُ م حِلْسَاءُ ج حُلْسٌ: زىغىررەڭ، خورما رەڭ، بىغىررەڭ؛ ئاپپاڭ، پايىنەك.

أَحَلَّ يُحِلُّ إِحْلَالًا الشَّخْصَ: چۈشۈردى، تۇرغۇزدى، ھالال قىلدى، ئورۇنلاشتۇردى.

أَحَلَّهُ مَحَلَّهُ: ئۇنىڭ ئورنىغا تەيىنلىدى، ئۇنىڭ ئورنىغا قويدى.

أَحَلَّ لَهُ الْأَمْرَ: رۇخسەت قىلدى، ئىجازەت بەردى.

«وَأَحَلَّ اللَّهُ الْبَيْعَ وَحَرَّمَ الرِّبَا» «قۇرئان»: ئاللاھ سودا - سېتىقنى ھالال قىلدى، جازانىنى ھارام قىلدى.

«اَلَّذِي أَحَلَّنَا دَارَ الْمُقَامَةِ مِنْ فَضْلِهِ» «قۇرئان»: ئاللاھ مەرھەمىتىدىن بىزنى جەننەتتە تۇرغۇزدى.

«نُقِلَ السَّفِيرُ إِلَى الْخَارِجِيَّةِ وَأَحَلَّ مَحَلَّهُ سَفِيرٌ جَدِيدٌ»: باش ئەلچى تاشقى ئىشلار مىنىستىرلىكىگە يۆتكەلدى، ئۇنىڭ ئورنىغا يېڭى باش ئەلچى كەلدى.

أَحَلَّ الشَّيْءَ: ھالال قىلدى، مۇباھ قىلدى.

أَحَلَّ الْمُحْرِمُ: (ھەج ياكى ئۆمرە قىلغۇچى) ئېھرامدىن چىقتى.

أَحَلَّهُ: چۈشۈردى، ئورناتتى، قويدى.

أَحَلَّهُ مَحَلَّهُ: ئورنىنى باستى، ئورنىغا قويدى.

أَحِلَّةٌ: تۇرالغۇ جاي، مەھەللە؛ سورۇن.

إِحْلَوْلَكَ يَحْلَوْلِكُ إِحْلِيلَاكًا: قاراڭغۇ چۈشتى، زۇلمەت باستى.

إِحْلِيلٌ ج أَحَالِيلُ: سىيدۈك يولى ئېغىزى، زەكەرنىڭ بېشىدىكى تۆشۈك.

إِحْمِ: ھىم (دىمىغىنى قېقىش)، بەس!

إِحْمَارَّ يَحْمَارُّ إِحْمِيرَارًا: ئاستا - ئاستا قىزاردى.

أَحْمَدُ: بەك ماختىغۇچى.

أَحْمَرُ. حَمْرَاءُ ج حُمْرَانٌ و حُمْرٌ وأَحَامِرُ: قىزىل رەڭ.

أَحْمَرُ كَالدَّمِ: قىپقىزىل، توق قىزىل، قاندەك.

اَلْأَحْمَرُ و الْأَبْيَضُ: ئالتۇن - كۈمۈش.

اَلْجَيْشُ الْأَحْمَرُ: قىزىل ئارمىيە.

اَلْبَحْرُ الْأَحْمَرُ: قىزىل دېڭىز.

أَحْمَرُ قَانٍ: قىپقىزىل، توق قىزىل.

أَحْمَرُ وَرْدِيٌّ: قىزىل گۈل رەڭلىك.

أَحْمَرُ قَرَنْفُلِيٌّ: شاپتۇل چېچىكى (رەڭ).

أَحْمَرُ فَاتِحٌ: ئاچ قىزىل.

اَلْأَحْمَرُ وَالْأَسْوَدُ: ئاق تەنلىك ۋە قارا تەنلىك.

مَوْتٌ أَحْمَرُ: ھادىسە بىلەن ئۆلۈش، بالا - قازا بىلەن ئۆلۈش.

اَلْهِلَالُ الْأَحْمَرُ: قىزىل ھىلال ئاي.

اَلصَّلِيبُ الْأَحْمَرُ: قىزىل كرېست.

اَلْأَحْمَرَانِ: ئالتۇن بىلەن زەپىران؛ نان بىلەن گۆش؛ گۆش بىلەن ھاراق.

إِحْمِرَارٌ: قىزىللىق.

إِحْمَرَّ يَحْمَرُّ إِحْمِرَارًا: قىزاردى.

أَحْمَسَ يُحْمِسُ إِحْمَاسًا: غەزەپلەندۈردى؛ قوزغىدى، ھاياجانلاندۇردى، تەسىرلەندۈردى.

أَحْمَسُ م حَمْسَاءُ ج حُمْسٌ: قىزغىن، ھەۋەسكار.

أَرْضٌ حَمْسَاءُ: تاقىر يەر، قاقاس يەر.

أَحْمَضَ يُحْمِضُ إِحْمَاضًا ــ هُ: ئېچىتتى.

أَحْمَقَ يُحْمِقُ إِحْمَاقًا: ئەخمەق قىلدى.

أَحْمَقُ م حَمْقَاءُ ج حُمْقٌ: مەتۇ، كەم ئەقىل، ئەخمەق، نادان.

«عَدَاوَةُ الْعَاقِلِ أَقَلُّ ضَرَرًا مِنْ صَدَاقَةِ الْأَحْمَقِ»: ئەقىللىق ئادەم بىلەن دۈشمەنلىشىش ئەخمەق ئادەم بىلەن دوستلىشىشقا قارىغاندا زىيىنى ئاز.

أَحَمُّ م حَمَّاءُ ج حُمٌّ: قارا؛ ئاق پارقازىنى؛ قازان.

**أَحْمَى يُحْمِي إِحْمَاءً:** قىزىتتى؛ قوزغىدى؛ ھاياجانلاندۇردى.

**«يَوْمَ يُحْمَى عَلَيْهَا فِي نَارِ جَهَنَّمَ فَتُكْوَى بِهَا جِبَاهُهُمْ وَجُنُوبُهُمْ وَظُهُورُهُمْ»** (قرآن): ئۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) ئۇ ئالتۇن – كۈمۈشلەر جەھەننەمنىڭ ئوتىدا قىزىتىلىپ، ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ پېشانىلىرى، يانلىرى ۋە دۈمبىلىرى داغلىنىدۇ.

**إِحْنَةٌ ج إِحَنٌ:** ئۆچمەنلىك.

**أَحْنَفُ م حَنْفَاءُ ج حُنْفٌ:** ئىچ مايماق، خاموت ئاياغ.

**أَحْنَقَ يُحْنِقُ إِحْنَاقًا:** دۈشمەن بولدى، ئۆچ بولدى.

**أَحْنَقَهُ:** ئاچچىقىنى كەلتۈردى، خاپا قىلدى.

**أَحْنَكَ يُحْنِكُ إِحْنَاكًا فُلَانًا:** قايتۇردى.

**أَحْنَى يُحْنِي إِحْنَاءً عَلَيْهِ:** ھېسداشلىق قىلدى، ئىچ ئاغرىتتى.

**أَحْنَى الشَّيْءَ:** ئەگدى.

**أَحْنَى رَأْسَهُ:** بېشىنى ئەگدى.

**أَحْوَجَ يُحْوِجُ إِحْوَاجًا الشَّخْصُ:** نامراتلاشتى، كەمبەغەللەشتى، موھتاج بولدى.

**أَحْوَجَهُ إِلَى الشَّيْءِ:** ئۇنى موھتاج قىلدى.

**أَحْوَجَهُ:** كەمبەغەللەشتۈرۈۋەتتى؛ كېرەك قىلدى.

**أَحْوَجَ إِلَيْهِ:** ھاجىتى چۈشتى، موھتاج بولدى.

**أَحْوَذَ يُحْوِذُ إِحْوَاذًا:** ئالدىرىدى، تېز ماڭدى.

**أَحْوَرُ ج حَوْرَاءُ:** قارا كۆز.

**أَحْوَصُ م حَوْصَاءُ ج حُوْصٌ وَأَحَاوِصُ:** قىسماق كۆز.

**أَحْوَلُ ج حَوْلَاءُ ج حُوَلٌ:** ئەلەس، ئالغاي.

**إِحْوَلَّ يَحْوَلُّ إِحْوِلَالًا:** ئالغاي بولدى، ئالغايغا ئايلاندى.

**إِحْوَلَّتْ عَيْنُهُ:** ئالغاي بولۇپ قالدى.

**أَحْوَى م حَوَّاءُ ج حُوٌّ:** توق يېشىل؛ توق قىزىل؛ قارامتۇل.

**«فَجَعَلَهُ غُثَاءً أَحْوَى»** (قرآن): ئاندىن ئۇلارنى قارامتۇل قۇرۇق ئوت – خەسەككە ئايلاندۇردى.

**أَحْيَى يُحْيِي إِحْيَاءً:** تىرىلدۈردى.

**«وَاللّٰهُ أَنْزَلَ مِنَ السَّمَاءِ مَاءً فَأَحْيَا بِهِ الْأَرْضَ بَعْدَ مَوْتِهَا»** (قرآن): ئاللاھ بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ، شۇنىڭ بىلەن قاغجىراپ قالغان زېمىندا (تۈرلۈك زىرائەتلەرنى) ئۈندۈردى.

**إِحْيَاءُ ذِكْرَى الشُّهَدَاءِ الثَّوْرِيِّينَ:** ئىنقىلابىي قۇربانلارنى خاتىرىلەش.

**إِحْيَاءُ التُّرَاثِ الْأَدَبِيِّ:** ئەدەبىيات مىراسلىرىنى گۈللەندۈرۈش.

**إِحْيَائِيٌّ:** بىئولوگ، بىئولوگىيىلىك.

**أَحْيَى اللَّيْلَ:** ئۇيقۇسى قاچتى، تۈنىدى.

**«أُقِيمَ اِحْتِفَالٌ لِلْإِحْيَاءِ ذِكْرَى الشَّاعِرِ شَوْقِي بِمُنَاسَبَةِ مُرُورِ خَمْسِينَ عَامًا عَلَى وَفَاتِهِ»:** شائىر (ئەھمەد) شەۋقى ۋاپاتىنىڭ 50 يىللىقى مۇناسىۋىتى بىلەن خاتىرىلەش يىغىنى ئېچىلدى.

**أَحْيَى حَفْلَةً:** يىغىن ئاچتى.

**أَحْيَى الذِّكْرَى:** خاتىرىلىدى، تەبرىكلىدى.

**أَحْيَى سِيرَتَهُ:** ئۇنىڭ تۇتقان يولىنى گۈللەندۈردى.

**أَحِيحٌ. أَحِيحَةٌ:** ئاچچىقلىنىش، غەزەپلىنىش.

**اَلْأَحْيَلُ وَالْأَحْوَلُ:** ئەپچىل چارە.

**أَخٌ ج إِخْوَةٌ و إِخْوَانٌ:** ئاكا – ئۇكا (ئەر بىر تۇغقان)، قېرىنداش؛ دوست، بۇرادەر.

**«وَلَهُ أَخٌ أَوْ أُخْتٌ فَلِكُلِّ وَاحِدٍ مِنْهُمَا السُّدُسُ»** (قرآن): ئۇنىڭ پەقەت ئانا بىر قېرىندىشى ۋە ئانا بىر ھەمشىرىسى بولسا، ئۇلارنىڭ ھەر بىرىگە مىراسنىڭ ئالتىدىن بىرى تېگىدۇ.

**«رَبَّنَا اغْفِرْ لَنَا وَلِإِخْوَانِنَا الَّذِينَ سَبَقُونَا بِالْإِيمَانِ»** (قرآن): پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە ۋە بىزدىن ئىلگىرىكى ئىمان ئېيتقان قېرىنداشلىرىمىزغا مەغپىرەت قىلغىن.

**أَخٌ فِي الرَّضَاعَةِ:** ئېمىلدەش، بىر تۇغقان، ئېمىلدەش ئاكا – ئۇكا.

**أَخُو الزَّوْجِ:** قېيىن ئىنى.

**أَخُوالنَّوْمِ:** ئۆلۈم، ھالاكەت.

**أَخُو ثِقَةٍ:** ئىشەنچ قىلىشقا بولىدىغان، ئىشەنچلىك.

**«رُبَّ أَخٍ لَكَ لَمْ تَلِدْهُ أُمُّكَ»:** بەزى بۇرادەرلەر بىر قورساقتىن چۈشكەن قېرىنداشتىنمۇ يېقىن بولىدۇ.

**«إِخْوَانُ الْوِدَادِ أَقْرَبُ مِنْ إِخْوَةِ الْوِلاَدِ»:** تۇغقان قېرىنداشلىقتىن دوستلۇق قېرىنداشلىق يېقىن.

**إِخَاءٌ:** قېرىنداشلىق، دوستلۇق، دوستلىشىش.

**أَخَابَ يُخِيبُ إِخَابَةً الْأَمَلَ:** ئۈمىدسىزلەندۈردى؛ ئارزۇسىنى يوققا چىقاردى.

**أَخَافَ يُخِيفُ إِخَافَةً:** قورقۇتتى.

**إِخَافَةٌ:** قورقۇتماق، تەھدىت سالماق.

**أَخَالَ يُخِيلُ إِخَالَةً عَلَيْهِ الشَّيْءُ:** مۇجمەل بولدى، تۇتۇق بولدى.

**إِخَاوَةٌ:** قېرىنداشلىق، دوستلۇق.

**إِخْبَارٌ:** ئاگاھلاندۇرماق، ئۇقتۇرماق، خەۋەر قىلماق؛ خەۋەرچىلىك، مەلۇم قىلماق.

**«إِخْبَارُكَ بِوَقَائِعِ الْمُقَاوَمَةِ يَهُزُّ الْمَشَاعِرَ»:** قارشىلىق كۆرسىتىشكە ئائىت خەۋەرلىرىڭ ھېسسىياتنى قوزغايدۇ، يەنى كىشىنى ھاياجانلاندۇرىدۇ.

**إِخْبَارِيٌّ:** ئاخبارات خاراكتېرلىك، ئاخباراتلىق.

**أَخْبَارِيٌّ:** تارىخشۇناس.

**إِخْبَارِيَّةٌ ج إِخْبَارِيَّاتٌ:** ئاخبارات، خەۋەر، مەلۇمات.

**أَخْبَتَ يُخْبِتُ إِخْبَاتًا الْقَوْمُ:** يوشۇرۇندى.

**أَخْبَتَ إِلَى اللهِ:** ئاجىزلىق بىلدۈردى، قورقتى.

**«وَأَخْبَتُوا إِلَى رَبِّهِمْ» (قرآن):** ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ ھوزۇرىدا ئاجىزلىق بىلدۈردى.

**أَخْبَثَانِ:** چوڭ ـ كىچىك تاھارەت.

**«لاَ صَلاَةَ بِحَضْرَةِ طَعَامٍ وَلاَ وَهُوَ يُدَافِعُهُ الْأَخْبَثَانِ» (حديث):** تاماق ھازىر بولغان چاغدا، چوڭ ـ كىچىك تاھارەت قىستاپ قالغاندا نامازغا تۇرۇش دۇرۇس ئەمەس.

**أَخْبَرَ يُخْبِرُ إِخْبَارًا:** خەۋەر قىلدى، ئېيتىپ بەردى، يەتكۈزدى.

**أَخْبَى يُخْبِي إِخْبَاءً النَّارَ:** ئوتنى ئۆچۈردى.

**أُخْتٌ ج أَخَوَاتٌ:** ھەمشىرە، قىز قېرىنداش.

**اَلْأُخْتُ الْكَبِيرَةُ:** ئاچا.

**اَلْأُخْتُ الصَّغِيرَةُ:** سىڭىل.

**إِخْتَارَ يَخْتَارُ إِخْتِيَارًا الشَّيْءَ:** تاللىدى.

**«وَأَنَا اخْتَرْتُكَ فَاسْتَمِعْ لِمَا يُوحَى» (قرآن):** مەن سېنى (پەيغەمبەرلىككە) تاللىدىم، سەن ۋەھيىگە قۇلاق سالغىن.

**إِخْتَارَ صَدِيقَهُ:** دوستىنى تاللىدى.

**«إِخْتَارَهُ اللهُ إِلَى جِوَارِهِ»:** ئاللاھ ئۇنى قەبزە روھ قىلدى، دەرگاھىغا بېرىشقا تاللىدى.

**إِخْتَالَ يَخْتَالُ إِخْتِيَالاً الشَّخْصُ:** غادىيىۋالدى، گىدىيىۋالدى، ھاكاۋۇرلاشتى.

**إِخْتَالَ فِي مَشْيِهِ:** گىدىيىپ ماڭدى، ئىرغاڭلاپ ماڭدى.

**إِخْتَبَأَ يَخْتَبِئُ إِخْتِبَاءً مِنْهُ:** يوشۇرۇندى، مۆكۈندى.

**إِخْتِبَارٌ:** باشتىن كەچۈرمەك، تەجرىبە قىلماق، سىنىماق؛ تەكشۈرمەك.

**إِخْتِبَارٌ:** تەجرىبە، سىناق.

**عَدَمُ إِخْتِبَارٍ:** تەجرىبىسىزلىك، خاملىق، پىشمىغانلىق.

**عَلَى سَبِيلِ الْإِخْتِبَارِ:** تەجرىبە ئاساسىدا.

**حَقْلُ الْإِخْتِبَارَاتِ الزِّرَاعِيَّةِ:** دېھقانچىلىق تەجرىبە ئېتىزى.

**إِخْتَبَّ يَخْتَبُّ إِخْتِبَابًا:** سوكۇلداپ ماڭدى.

**إِخْتَبَرَ يَخْتَبِرُ إِخْتِبَارًا الْأَمْرَ:** ماھىيىتىنى تونۇش ئۈچۈن تەكشۈردى.

**إِخْتَبَرَ الشَّيْءَ:** تەكشۈردى، ماھىيىتىنى بىلىش ئۈچۈن تەكشۈردى.

**إِخْتَبَرَ الرَّجُلَ:** كىشىنى سىنىدى.

**إِخْتَبَزَ يَخْتَبِزُ إِخْتِبَازًا:** نان پىشۇردى، بولكا ياسىدى.

**إِخْتَبَطَ يَخْتَبِطُ إِخْتِبَاطًا:** تىمىسقىلاپ يۈردى، تەمتىرەپ يۈردى.

**إِخْتَبَلَ يَخْتَبِلُ إِخْتِبَالاً الرَّجُلُ:** ساراڭ بولدى،

ئەقلىدىن ئازدى، نەرۋىسىدىن ئاداشتى.

**إِخْتَتَلَ يَخْتَتِلُ إِخْتِتَالاً:** تىلى تىتىلىدى، يوشۇرۇن مەلۇمات ئالدى.

**إِخْتَتَلَ لِأَسْرَارِالْقَوْمِ:** تىلى تىڭلىدى، يوشۇرۇن مەلۇمات ئالدى.

**إِخْتَتَمَ يَخْتَتِمُ إِخْتِتَامًا:** ئاخىرلاشتۇردى، ئاياغلاشتۇردى، تاماملىدى.

**إِخْتَتَنَ يَخْتَتِنُ إِخْتِتَانًا:** خەتنە قىلىندى.

**إِخْتِرَاعٌ:** كەشىپ قىلماق.

**إِخْتِرَاعٌ ج إِخْتِرَاعَاتٌ:** كەشپىيات، ئىجادىيەت.

**«تَتَرَكَّزُ الْإِخْتِرَاعَاتُ فِي الْجَامِعَاتِ وَمَرَاكِزِ الْبُحُوثِ»:** كەشپىياتلار ئۇنىۋېرسىتېتلار ۋە تەتقىقات مەركەزلىرىگە مەركەزلەشكەن.

**إِخْتِرَاقٌ:** تېشىپ ئۆتمەك.

**«سَمِعَ السُّكَّانُ فَرْقَعَةً نَتِيجَةَ إِخْتِرَاقِ الطَّائِرَةِ حَاجِزَ الصَّوْتِ»:** ئايروپىلان ئاۋاز توسۇقىدىن بۆسۈپ ئۆتۈش نەتىجىسىدە ئاھالىلەر گۈرۈلدىگەن ئاۋازنى ئاڭلىدى.

**إِخْتَرَشَ يَخْتَرِشُ إِخْتِرَاشًا:** تاتىلاپ تاشلىدى؛ يارا قىلىۋەتتى.

**إِخْتَرَصَ يَخْتَرِصُ إِخْتِرَاصًا عَلَيْهِ:** بوھتان چاپلىدى، تۆھمەت چاپلىدى.

**إِخْتَرَعَ يَخْتَرِعُ إِخْتِرَاعًا:** كەشىپ قىلدى.

**إِخْتَرَعَ الْمِذْيَاعَ:** رادىئونى كەشىپ قىلدى.

**إِخْتَرَقَ يَخْتَرِقُ إِخْتِرَاقًا الصُّفُوفَ:** سەپنى يېرىپ ئۆتتى.

**«إِخْتَرَقَ الْمُسَافِرُ الْأَرْضَ»:** مۇساپىر زېمىننى توغرىسىغا كېسىپ ئۆتتى.

**إِخْتَرَقَ الرَّجُلُ الْقَوْمَ:** ئوتتۇرىسىدىن ئۆتۈپ كەتتى.

**إِخْتَرَقَ السَّهْمُ الرَّمِيَّةَ:** ئوق ئۆتۈپ كەتتى.

**إِخْتَرَقَ الْجَيْشُ الْحِصَارَ:** ئارمىيە مۇھاسىرىنى كېسىپ ئۆتۈپ كەتتى.

**إِخْتَرَقَ الْعَدُوُّ الْحُدُودَ:** دۈشمەن چېگرىدىن بېسىپ ئۆتتى.

**إِخْتَرَقَ الْكَلَامُ مَسَامِعَهُ:** سۆز ئۇنىڭ قۇلىقىغا يەتتى.

**«هُنَالِكَ نَهْرٌ يَخْتَرِقُ هَذِهِ الْقَرْيَةَ»:** بۇ يەردە بۇ يېزىنى كېسىپ ئۆتىدىغان بىر ئۆستەڭ بار.

**«إِخْتَرَقَتْ رَصَاصَةٌ جَنَاحَ الطَّائِرَةِ»:** ئايروپىلان قانىتىنى ئوق تېشىۋەتتى.

**إِخْتَرَمَ يَخْتَرِمُ إِخْتِرَامًا الدَّهْرُ:** ھالاك قىلدى، يوقاتتى.

**إِخْتَرَمَتِ الْمَنِيَّةُ:** ئۇ ئۆلدى.

**إِخْتِزَالٌ:** قىسقارتماق، ئاددىيلاشتۇرماق.

**كِتَابَةُ الْإِخْتِزَالِ:** تېز خاتىرىلەش ئۇسۇلى.

**كَتَبَ بِالْإِخْتِزَالِ:** تېز خاتىرىلىدى (مەلۇم بەلگە ئارقىلىق تېز يازدى).

**كَاتِبٌ بِالْإِخْتِزَالِ:** مەلۇم بەلگە ئارقىلىق خاتىرىلىگۈچى.

**إِخْتِزَالِيٌّ:** مەلۇم بەلگىلەرنى تېز خاتىرىلەش ئۇسۇلى.

**إِخْتَزَلَ يَخْتَزِلُ إِخْتِزَالاً الْكَلَامَ:** سۆزنى قىسقارتتى، ئاددىيلاشتۇردى، يىغىنچاقلىدى.

**«هَذِهِ أَهْرَامُ مِصْرَ تَخْتَزِلُ لَكَ فِي مَظْهَرِهَا مَدَنِيَّةَ مِصْرَ الْغَابِرَةَ»:** مىسىرنىڭ بۇ ئېھراملىرى ساڭا ئۆزىنىڭ سىرتقى مەنزىرىسى بىلەن قەدىمىي مىسىر مەدەنىيىتىنى يىغىنچاقلاپ بېرىدۇ.

**إِخْتَزَلَ شَيْئًا فِي الْمَالِ:** يۇلۇۋالدى.

**إِخْتَزَلَ النَّصَّ:** تېكىستنى قىسقارتىش ئۇسۇلى بىلەن يازدى (بۇ بىر خىل تېز يېزىش ئۇسۇلى بولۇپ، ئۇنىڭدا سۆزلەرنىڭ ئورنىغا مۇئەييەن بەلگىلەر قوللىنىلىدۇ).

**إِخْتَزَنَ يَخْتَزِنُ إِخْتِزَانًا الشَّيْءَ:** توپلاپ يىغىپ زاپاس ساقلىدى، خەزىنىگە سالدى.

**إِخْتَزَنَ الطَّرِيقَ:** يېقىن يول بىلەن ماڭدى.

**إِخْتَزَنَ السِّرَّ:** سىرنى يوشۇردى، سىر ساقلىدى.

**إِخْتِصَارٌ:** قىسقارتماق، ئاددىيلاشتۇرماق.

**بِالْإِخْتِصَارِ:** سۆزنىڭ قىسقىسى، يىغىپ ئېيتقاندا.

**إِخْتِصَاصٌ:** ئىلىم - پەندە مۇئەييەن بىر ساھەگە بېرىلىش، كەسىپكە بېرىلىش، ئىختىساس.

**إِخْتِصَاصُهُ:** كەسپىي دائىرىسى.

**إِخْتِصَاصُهُ الْمَحْكَمَةُ:** ئەدلىيە ھوقۇقى.

**«عَلَى الرَّغْمِ مِنْ أَنَّهُ لِكُلٍّ وَاحِدٍ إِخْتِصَاصُهُ لَكِنْ عَلَى الْجَمِيعِ أَنْ يَتَعَلَّمُوا شَيْئًا مِنَ الْفَلْسَفَةِ»:** ھەربىر ئادەمنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىدىن قەتئىينەزەر، ھەممە ئادەم بىرئاز پەلسەپە ئۆگىنىشى كېرەك.

**عَدَمُ إِخْتِصَاصٍ:** قابىلىيەتسىزلىك، ئىقتىدارسىزلىق.

**إِخْتِصَاصِيٌّ:** مۇتەخەسسىس، ئىختىساس ئىگىسى.

**إِخْتَصَرَ يَخْتَصِرُ إِخْتِصَارًا الْكَلاَمَ:** سۆزنى قىسقارتتى، ئاددىيلاشتۇردى.

**إِخْتَصَرَ الطَّرِيقَ:** يولنى قىسقارتتى، قىسقا يول بىلەن ماڭدى.

**إِخْتَصَّ يَخْتَصُّ إِخْتِصَاصًا الشَّيْءُ:** ئايرىم بولدى، خاس بولدى.

**إِخْتَصَّ:** خاس قىلدى.

**«وَاللَّهُ يَخْتَصُّ بِرَحْمَتِهِ مَنْ يَشَاءُ» (قرآن):** ئاللاھ ئۆزىنىڭ خالىغان بەندىسىگە پەيغەمبەرلىكنى خاس قىلىدۇ.

**إِخْتَصَّ بِكَذَا:** ئايرىم بولدى، ئالاھىدىلىككە بولدى، خاس بولدى.

**إِخْتَصَقَ يَخْتَصِقُ إِخْتِصَاقًا النَّعْلَ:** ئاياغنى يامىدى.

**إِخْتَصَمَ يَخْتَصِمُ إِخْتِصَامًا الْقَوْمُ:** جاڭجاللاشتى.

**«وَمَا كُنْتَ لَدَيْهِمْ إِذْ يَخْتَصِمُونَ» (قرآن):** ئۆزئارا جاڭجال قىلىشقانلىرىدا سەن ئۇلارنىڭ يېنىدا يوق ئىدىڭ.

**«إِخْتَصَمَ الْإِخْوَةُ الْأَشِقَّاءُ عَلَى الْمِيرَاثِ إِخْتِصَامَ الْأَعْدَاءِ الْأَلِدَّاءِ»:** يېقىن قېرىنداشلار مىراس تالىشىپ ئەشەددىي دۈشمەنلەردەك جېدەل - ماجىرا قىلىشتى.

**إِخْتَضَى يَخْتَضِي إِخْتِضَاءً:** ئاختا قىلدى، پىچىۋەتتى.

**إِخْتَضَبَ يَخْتَضِبُ إِخْتِضَابًا:** بويىدى، بوياق ئىشلەتتى.

**إِخْتَضَرَ يَخْتَضِرُ إِخْتِضَارًا الْفَلاَّحُ الزَّرْعَ:** دېھقان زىرائەتنى كۆك ئورۇۋەتتى.

**أُخْتُضِرَ الشَّخْصُ:** ياش تۇرۇپ قازا قىلدى.

**«إِزْدَادَتْ حَوَادِثُ إِخْتِطَافِ الطَّائِرَاتِ لِأَغْرَاضٍ سِيَاسِيَّةٍ»:** سىياسىي مەقسەت ئۈچۈن ئايروپىلان بۇلاش ۋەقەلىرى كۆپىيىپ قالدى.

**إِخْتَطَّ يَخْتَطُّ إِخْتِطَاطًا الشَّيْءَ:** پىلانلىدى.

**إِخْتَطَّ الشَّارِبُ:** بۇرۇت خەت تارتتى.

**إِخْتَطَفَ يَخْتَطِفُ إِخْتِطَافًا:** نەرسىنى ئېلىۋالدى، بۇلىۋالدى، تارتىۋالدى.

**إِخْتَطَفَ وَلَدًا:** بالىنى ئالداپ ئېلىپ قاچتى.

**إِخْتَطَفَ الطَّائِرَةَ:** ئايروپىلان بۇلىدى.

**إِخْتَطَفَ الْكَلاَمَ:** تېز سۆزلىدى، تېز گەپ قىلدى.

**إِخْتَطَفَ الْبَصَرَ:** كۆزنى قاماشتۇردى.

**إِخْتِفَاءٌ:** يوشۇرۇنماق، مۆكۈنمەك.

**إِخْتَفَى يَخْتَفِي إِخْتِفَاءً:** يوشۇرۇندى، مەخپىي بولدى.

**إِخْتِلاَبٌ:** قايمۇقتۇرماق.

**مَرَضُ الْإِخْتِلاَبِ:** قورساق پەردە ياللۇغى.

**إِخْتِلاَجٌ:** تارتىشىپ قېلىش، پەي تارتىشىپ قېلىش.

**إِخْتِلاَسٌ:** ئوغرىلىماق، ئېلىۋالماق.

**«وُجِّهَتْ إِلَى الْمُوَظَّفِ تُهْمَةُ إِخْتِلاَسِ أَمْوَالِ الدَّوْلَةِ»:** كادىرغا دۆلەتنىڭ مال - مۈلكىنى ئوغرىلىغانلىق تۆھمىتى چاپلاندى.

**إِخْتِلاَسُ مَالِ الْحُكُومَةِ:** ھۆكۈمەت مال - مۈلكىنى ئېلىۋالماق.

**إِخْتِلاَطٌ:** ئارىلاشتۇرماق؛ قالايمىقانلاشماق، ئېلىشىپ كەتمەك؛ ئالاقە.

**إِخْتِلاَطُ الْعَقْلِ:** نېرۋا كېسىلى بولماق، روھىي كېسەل بولماق.

**إِخْتِلاَطُ التَّعْلِيمِ:** قىز - ئوغۇللارنىڭ ئارىلاشما ئوقۇشى.

**إِخْتِلاَفٌ ج إِخْتِلاَفَاتٌ:** ئىختىلاپ، پەرق، ئايرىمىلىق، ئوخشىماسلىق.

**عَلَى اخْتِلاَفِهِ:** پەرقلىق بولۇشىغا قارىماي.

**«إِخْتِلاَفُ الرَّأْيِ لاَ يُفْسِدُ لِلْوُدِّ قَضِيَّةً»:** پىكىر ئوخشىماسلىقى دوستلۇققا تەسىر يەتكۈز-

مەيدۇ.

**إِخْتِلاَقٌ مَبْدَئِيٌّ:** پرىنسىپلىق ئىختىلاپ.

**إِخْتِلاَفَاتٌ دَاخِلِيَّةٌ:** ئىچكى زىددىيەت، ئىچكى قارىمۇ قارشىلىق.

**إِخْتِلاَقٌ:** يالغاننى ئويدۇرماق، يالغاننى توقۇپ چىقماق.

**«مَا سَمِعْنَا بِهَذَا فِى الْمِلَّةِ الآخِرَةِ إِنْ هَذَا إِلاَّ اخْتِلاَقٌ»** «قۇرئان»: بۇنى بىز باشقا بىر دىندىن ئاڭلىمىدۇق، بۇ پەقەت ئويدۇرمىدۇر.

**إِخْتِلاَلٌ:** نورمالسىزلىق، قالايمىقانلىشىپ كەتمەك، ئارىلىشىپ كەتمەك.

**إِخْتِلاَلُ الْعَقْلِ:** ئەسەبىيلەشمەك، نېرۋىسىدىن ئادىشىش.

**إِخْتِلاَلُ مِيزَانِ الْقُوَى:** كۈچلەر تەڭپۇڭلۇقىنىڭ بۇزۇلۇشى.

**إِخْتَلَبَ يَخْتَلِبُ إِخْتِلاَبًا فُلاَنًا:** ئالدىدى، قايمۇقتۇردى.

**إِخْتَلَجَ يَخْتَلِجُ إِخْتِلاَجًا فِى صَدْرِهِ كَذَا:** كۆڭلى غەش بولدى، كۆڭلى پەرىشان بولدى.

**إِخْتَلَجَ يَخْتَلِجُ إِخْتِلاَجًا الشَّيْءُ:** مىدىرلىدى، تەۋرىدى.

**إِخْتَلَجَ غَمًّا:** يۈرىكى قايغۇ ـ ئەلەم بىلەن تولدى.

**إِخْتَلَسَ يَخْتَلِسُ إِخْتِلاَسًا الشَّيْءَ:** ئوغرىلىدى.

**إِخْتَلَسَ النَّظَرَ إِلَيْهِ:** ئوغرىلىقچە قارىدى.

**إِخْتَلَطَ يَخْتَلِطُ إِخْتِلاَطًا الشَّيْءُ بِالشَّيْءِ:** ئارىلىشىپ كەتتى، ئېلىشىپ كەتتى، قالايمىقانلاشتى.

**«وَاضْرِبْ لَهُمْ مَثَلَ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا كَمَاءٍ أَنْزَلْنَاهُ مِنَ السَّمَاءِ فَاخْتَلَطَ بِهِ نَبَاتُ الأَرْضِ»** «قۇرئان»: (ئى مۇھەممەد!) ئۇلارغا (يەنى كىشىلەرگە) دۇنيا تىرىكچىلىكى ھەققىدە مۇنداق مىسالنى كەلتۈرگىن: (ئۇ شۇنىڭغا) ئوخشايدۇكى، بىز ئاسماندىن يامغۇر ياغدۇردۇق، شۇ سۇ بىلەن زېمىننىڭ ئۆسۈملۈكلىرى بىر ـ بىرىگە چىرمىشىپ بولۇق ئۆستى.

**«إِخْتَلَطَتْ خُطُوطُ الْهَاتِفِ»:** تېلېفون سىملىرى خاتا ئۇلۇنۇپ قالدى، تېلېفون سىملىرى ئالمىشىپ قالدى.

**إِخْتَلَطَ الشَّخْصُ:** نېرۋىسىدىن ئازدى.

**«إِخْتَلَطَ النَّابِلُ بِالْحَابِلِ»:** مالىماتاڭ بولۇپ كەتتى.

**إِخْتَلَطَ عَلَيْهِ الأَمْرُ:** ئىش مۇجمەللەشتى.

**إِخْتَلَفَ يَخْتَلِفُ إِخْتِلاَفًا:** ئىختىلاپ قىلىشتى، قارىمۇ قارشىلاشتى.

**«وَإِنَّ الَّذِينَ اخْتَلَفُوا فِى الْكِتَابِ لَفِى شِقَاقٍ بَعِيدٍ»** «قۇرئان»: كىتاب توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلغۇچىلار چوڭقۇر نىزادىدۇر.

**إِخْتَلَفَ الشَّيْئَانِ:** قارىمۇ قارشى بولدى، زىت بولدى، كېلىشەلمىدى.

**إِخْتَلَفَ الشَّخْصُ إِلَى الْمَكَانِ:** پالانى كېلىپ تۇردى، قاتناپ تۇردى.

**يَخْتَلِفُ إِلَى الْمَسْجِدِ:** مەسچىتكە كېلىپ تۇرىدۇ.

**إِخْتَلَفَ مُحَمَّدٌ مَعَ عَلِيٍّ:** مۇھەممەد بىلەن ئەلى بىرلىككە كېلەلمىدى.

**إِخْتَلَفَ زَيْدٌ عَنْ خَالِدٍ:** زەيد خالىد بىلەن تەڭ بولمىدى.

**إِخْتَلَفَ عَلَيْهِ الْفُصُولُ:** پەسىللەر ئۆتتى.

**إِخْتَلَقَ يَخْتَلِقُ إِخْتِلاَقًا الْقَوْلَ:** يالغاننى ئويدۇردى، يالغاننى توقۇپ چىقاردى.

**إِخْتَلَقَ كَذِبًا:** يالغاننى ئويدۇردى، بوھتان چاپلىدى، تۆھمەت قىلدى.

**إِخْتَلَّ يَخْتَلُّ إِخْتِلاَلاً الأَمْرُ:** بۇزۇلدى.

**إِخْتَلَّ جِسْمُ فُلاَنٍ:** ياداپ كەتتى.

**إِخْتَلَّ الْعَقْلُ:** ئەقلىدىن ئاداشتى، كاللىسىدىن كېتىپ قالدى.

**«إِخْتَلَّ مِيزَانُ الْقُوَى فِي الْعَالَمِ»:** دۇنيادىكى كۈچلەر تەڭپۇڭلۇقى بۇزۇلدى.

**إِخْتَلَى يَخْتَلِي إِخْتِلاَءً:** مەخپى كۆرۈشتى، خىلۋەتتە بىللە بولدى.

**إِخْتَلَى بِهِ و مَعَهُ وَإِلَيْهِ:** ئۇنىڭ بىلەن يالغۇز بىللە بولدى، خالى جايدا تېپىشتى.

**إِخْتِمَارٌ:** ئېچىتماق، خېمىر تۇرۇچ قىلماق.

**إِخْتَمَرَ يَخْتَمِرُ إِخْتِمَارًا الْعَجِينُ:** خېمىر بولدى.

**إِخْتَمَرَ الْعَصِيرُ:** شىرنە ئېچىدى.

إِخْتَمَرَتِ الْفِكْرَةُ: ئوي - پىكىر پىشىپ يېتىلدى.

إِخْتِنَاقٌ: بوغۇلماق، تۇنجۇقماق؛ قىستالماق.

إِخْتِنَاقٌ دَمَوِيٌّ: ھوشسىدىن كەتمەك.

«خُصِّصَ الطَّرِيقُ السَّرِيعُ لِلتَّغَلُّبِ عَلَى الْإِخْتِنَاقَاتِ الْمُرُورِيَّةِ دَاخِلَ الْمَدِينَةِ»: تېز سۈرئەتلىك يول شەھەر ئىچىدىكى قاتناش قىستاڭچىلىقىنى تۈگىتىش ئۈچۈن ياسالدى.

إِخْتَنَقَ يَخْتَنِقُ إِخْتِنَاقًا الشَّخْصُ: تۇنجۇقۇپ ئۆلدى، بوغۇلۇپ ئۆلدى.

إِخْتِيَارٌ: ئىختىيارلىق، ئىختىيارى.

إِخْتِيَارٌ طَبِيعِيٌّ: تەبىئىي تاللىنىش.

إِخْتِيَارًا: ئۆزلۈكىدىن، رازىلىقى بىلەن، ئۆز ئىختىيارى بىلەن، ئىختىيارى.

إِخْتِيَارِيٌّ: ئىختىيارى، ئىختىيارلىق.

مُقَرَّرٌ إِخْتِيَارِيٌّ: تاللانما دەرس.

عَمَلٌ إِخْتِيَارِيٌّ: ئىختىيارى ئىش، خالىسانە ئەمگەك.

أَخْثَرَ يُخْثِرُ إِخْثَارًا الشَّيْءَ: قويۇق قىلدى، قويۇلدۇردى.

أَخْثَرَ اللَّبَنَ: سۈتنى ئۇيۇتتى، قېتىق ئۇيۇتتى.

أَخْجَلَ يُخْجِلُ إِخْجَالاً الشَّخْصَ: ئۇيالدۇردى، خىجىل قىلدى، رەسۋا قىلدى.

أَخٌ: ئاھ - ۋاھ، ۋوي خودايىمەي، ۋاي خودايىمەي.

أَخَّاذٌ: تەسىرلىك، مەپتۇن قىلىدىغان.

مَنْظَرٌ أَخَّاذٌ: جەلپكار مەنزىرە.

أَخَّرَ يُؤَخِّرُ تَأْخِيرًا: ئارقىغا سۈردى، كېچىكتۈردى.

«عَلِمَتْ نَفْسٌ مَاقَدَّمَتْ وَ أَخَّرَتْ» (قرآن): ھەر ئادەمنىڭ ئىلگىرى - كېيىن قىلغان ئىشلىرىنىڭ ھەممىسىنى بىلىدۇ.

«إِنَّ أَجَلَ اللهِ إِذَاجَاءَ لاَيُؤَخَّرُ» (قرآن): ئاللاھنىڭ (ئىنسانغا بېكىتكەن) ئەجىلى كەلگەن چاغدا كېچىكتۈرۈلمەيدۇ.

أَخَّرَ الْإِجْتِمَاعَ: يىغىننى كېچىكتۈردى.

أَخَّرَ الْأَمْرَ: ئىشنى كېچىكتۈردى.

«يُقَدِّمُ رِجْلاً وَيُؤَخِّرُ أُخْرَى»: ئىككىلىنىمەكتە، ياپسام پىشارمۇ، كۆمسەم پىشارمۇ دەپ تۇرماقتا.

«أَخَّرَ سَاعَتَهُ بِضْعَ دَقَائِقَ»: ئۇ سائىتىنى بىرقانچە مىنۇت ئارقىغا سۈردى.

«لاَتُؤَخِّرْ عَمَلَ الْيَوْمِ إِلَى الْغَدِ»: بۈگۈنكى ئىشنى ئەتىگە قالدۇرمايمەن.

أَخْدَرَ يُخْدِرُ إِخْدَارًا: ھوشسىزلاندۇردى.

أُخْدُودٌ ج أَخَادِيدُ: ئازگال، ئورەك، خەندەك، چوڭقۇر، ئۇزۇن ئېرىق؛ ئىز.

«قُتِلَ أَصْحَابُ الْأُخْدُودِ» (قرآن): ئورەكلەرنىڭ ئىگىلىرىگە لەنەتلەر بولسۇن.

أَصْحَابُ الْأُخْدُودِ: زامان ئەۋۋەلدە نەجراندا ياشىغان خرىستىئان دىندىكىلەر بولۇپ، ئۇلار يەھۇدى دىنىغا كىرىشكە زورلانغاندا ئۇنىمىغاندىن باش تارتقان، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئوت ياندۇرۇلغان ئورەككە تاشلانغان.

«بَقِيَتْ أَخَادِيدُ السِّيَاطِ عَلَى ظَهْرِهِ»: قامچىنىڭ ئىزلىرى ئۇنىڭ دۈمبىسىدە قالدى.

أَخَذَ يَأْخُذُ أَخْذًا و تَأْخَاذًا الشَّيْءَ: ئېرىشتى، ئىگە بولدى.

أَخَذَ فِي كَذَا: باشلىدى، كىرىشتى.

أَخَذَ بِهِ: تۇتۇۋالدى، ئېسىلىۋالدى.

«فَكُلاًّ أَخَذْنَا بِذَنْبِهِ» (قرآن): ھەر بىرىنى گۇناھ تۈپەيلىدىن جازالىدۇق.

«وَأَخَذَ بِرَأْسِ أَخِيهِ يَجُرُّهُ إِلَيْهِ» (قرآن): قېرىندىشىنىڭ چېچىدىن تۇتۇپ ئۆز تەرىپىگە تارتتى.

«لاَتَأْخُذُهُ سِنَةٌ وَلاَ نَوْمٌ» (قرآن): ئۇ مۈگدەپ قالمايدۇ، ئۇنى ئۇيقۇ باسمايدۇ.

«وَإِذْ أَخَذْنَا مِيثَاقَ بَنِي إِسْرَائِيلَ» (قرآن): ئۆز ۋاقتىدا بىز ئىسرائىل ئەۋلادىدىن ئەھدە ئالدۇق.

«خُذْ مِنْ أَمْوَالِهِمْ صَدَقَةً تُطَهِّرُهُمْ وَتُزَكِّيهِمْ بِهَا» (قرآن): ئۇلارنىڭ ماللىرىنىڭ بىر قىسمىنى سەدىقە ھېسابىدا ئالغىنكى، ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى گۇناھلىرىدىن پاكلىغايسەن، ياخشىلىقلىرىنى كۆپەيتكەيسەن.

أَخَذَ عَلَى نَفْسِهِ أَوْ عَاتِقِهِ: ئۈستىگە ئالدى.

مەسئۇل بولدى.

**أَخَذَ الْأَمْرُ مَجْرَاهُ:** ئىش كۆڭۈلدىكىدەك ئورۇندالدى.

**«أَخَذَ عَلَى الْمُؤَلِّفِ إِهْمَالَهُ ذِكْرَ مَصَادِرِهِ»:** ئۇ يازغۇچىنىڭ پايدىلانغان ماتېرىياللارنى ئەسكەرتىشكە سەل قارىغانلىقىنى تەنقىد قىلدى.

**أَخَذَ مِنْهُ التَّعَبُ:** چارچىدى، هاردى.

**أَخَذَ بِتَعَالِيمِ الْإِسْلَامِ:** ئىسلام تەلىماتىغا ئەگەشتى.

**«أَخَذَ يَفْعَلُ كَذَا»:** ئۇ شۇنداق قىلىشقا باشلىدى.

**أَخَذَهُ النَّوْمُ:** ئۇيقۇ باستى.

**أَخَذَ بِيَدِهِ:** ياردەم قىلدى.

**أَخَذَ عَلَيْهِ كَذَا:** تەنقىد قىلدى، ئەيىبلىدى.

**أَخَذَ حِذْرَهُ:** پەخەس بولدى، ئېهتىيات قىلدى، دىققەت قىلدى.

**أَخَذَ أُهْبَتَهُ:** تەييارلىق قىلدى.

**أَخَذَ بِلُبِّهِ:** مەپتۇن قىلىۋالدى.

**أَخَذَ مَكَانَهُ:** ئورۇن ئالدى، ئورۇنلاشتى.

**أَخَذَتِ الْحُمَّى:** قىزىتمىسى ئۆرلەپ كەتتى.

**«أَعْطَيْتُهُ الْكِتَابَ فَأَخَذَهُ»:** ئۇنىڭغا كىتابنى بېرىۋىدىم، كىتابنى ئۇ ئالدى.

**أَخَذَ عَنْهُ الْعِلْمَ:** ئىلىم ئالدى، ئۆگەندى.

**«أَخَذَ عَنْ أَبِيهِ التَّفْسِيرَ وَالْحَدِيثَ»:** ئۇ ئاتىسىدىن تەپسىر ھەدىس ئۆگەندى.

**أَخَذَ بِأَسْبَابِ الْحَضَارَةِ:** مەدەنىيەت ئۆگەندى.

**«أَخَذَ عَلَى عَاتِقِهِ الْقِيَامَ بِالْأَمْرِ»:** ئۇ مەسئۇلىيەتنى ئۈستىگە ئالدى.

**«أَخَذَتِ الْعَدَالَةُ مَجْرَاهَا وَحُكِمَ عَلَى الْمُجْرِمِ بِالسِّجْنِ»:** ئادالەت جايىغا چۈشۈپ، جىنايەتچى قاماق جازاسىغا ھۆكۈم قىلىندى.

**أَخَذَهُ بِالْأَمْرِ:** ئۇنىڭغا تاڭدى.

**أَخَذَ فُلَانٌ بِفُلَانٍ:** پالانىنى پالانىغا جاۋابكار قىلدى.

**أَخَذَهُ بِذَنْبِهِ:** ئۇنى گۇناھى تۈپەيلىدىن جازالىدى.

**أَخَذَ الثَّأْرَ:** ئىنتىقام ئالدى.

**أَخَذَ عَلَيْهِ:** تەنقىد قىلدى.

**«قَدْ يُؤْخَذُ الْجَارُ بِجُرْمِ الْجَارِ»:** گاھى قوشنا قوشنىنىڭ كاساپىتىگە كېتىدۇ.

**أَخَذَ يَفْعَلُ كَذَا:** باشلىدى، قىلىشقا باشلىدى.

**أَخَذَ بِالْقُلُوبِ:** مەپتۇن قىلدى.

**أَخَذَ بِتَلَابِيبِهِ:** كانىيىنى سىقتى، ياقىسىنى سىقتى.

**أَخَذَهُ بِخَاطِرِهِ:** ئۇنىڭغا تەسەللى بەردى.

**أَخَذَ بِرَأْيِهِ:** ئۇنىڭ پىكرىگە ئەگەشتى.

**أَخَذَتِ الْخَمْرُ عَقْلَهُ:** هاراق ئۇنى مەست قىلىپ قويدى.

**أَخَذَتِ الْأَلْسِنَةُ:** غەيۋەتىنى قىلدى.

**أَخَذَ عَلَيْهِ الطَّرِيقَ:** يول يوردى.

**أَخَذَ الطَّائِرَةَ:** ئايروپىلان بىلەن سەپەر قىلدى.

**أَخَذَ عَلَيْهِ عَهْدًا:** ۋەدە ئالدى، ئەھدە ئالدى.

**أَخَذَ فِيهِ الدَّوَاءُ:** دورا تەسىر قىلدى.

**أَخَذَ مَجْلِسَهُ:** ئولتۇردى.

**أَخَذَ وَأَعْطَى:** ئۆزئارا ئالاقە قىلىپ چۈشىنىش هاسىل قىلدى.

**أَخَذَهُ بِالْحُسْنَى:** يۇمشاق مۇئامىلىدە بولدى.

**أَخَذَهُ بِالشِّدَّةِ:** قاتتىق مۇئامىلە قىلدى.

**أَخَذَ بِيَدِهِ:** ياردەم بەردى.

**أَخَذَ عَلَى حِينِ غِرَّةٍ:** تۇيۇقسىز كەلدى.

**أَخَذَ رُوحَهُ:** ئۆلتۈردى.

**أَخَذَ رَاحَتَهُ:** ئارام ئالدى.

**أَخَذَ عَلَى خَاطِرِهِ:** كۆڭۈلنى غەش قىلدى.

**أَخَذَهُ بِعَيْنِ الْاِعْتِبَارِ:** ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلدى.

**أَخَذَهُ صَدِيقًا:** ئۇنى دوست تۇتتى.

**أَخَذَ فُلَانَةً زَوْجَةً لَهُ:** پالانى ئايالنى نىكاھىغا ئالدى.

**أَخْذٌ:** ئالماق.

**أَخْذٌ وَ رَدٌّ:** ئۇزۇن مۇنازىرە.

**«جَرَى بَيْنَهُمَا أَخْذٌ وَرَدٌّ»:** ئۇلار ئوتتۇرىسىدا بەس ـ مۇنازىرە بولدى.

«كَذَّبُوْا بِآيَاتِنَا كُلِّهَا فَأَخَذْنَاهُمْ أَخْذَ عَزِيزٍ مُقْتَدِرٍ» «قرآن» : ئۇلار بىزنىڭ پۈتۈن ئايەتلىرىمىزنى يالغانغا چىقاردى، ئۇلارنى غالىپ، قۇدرەتلىك هالەتتە تۇرۇپ هالاك قىلدۇق.

«اَلْحَيَاةُ أَخْذٌ وَعَطَاءٌ» : هايات ـ ئۆزئارا مەنپەئەت يەتكۈزۈشتۇر.

أَخْذًا مِنْ هَذِهِ التَّارِيْخِ: مۇشۇ تارىختىن باشلاپ.

إِخْرَاجٌ: چىقارماق، ئېكسپورت قىلماق؛ ئىشلەپچىقىرىش؛ رېژىسسورلۇق.

اَلْإِخْرَاجُ السِّيْنَمَائِيُّ: كىنو رېژىسسورلۇقى.

«اَلْإِخْرَاجُ السِّيْنَمَائِيُّ مِنْ أَرْقَى الْفُنُونِ الْعَصْرِيَّةِ» : كىنو رېژىسسورلۇقى ئەڭ زامانىۋى سەنئەتنىڭ بىرى هېسابلىنىدۇ.

أَخَرَةٌ: كېچىكتۈرمەك، ئاستىلاتماق.

جَاءَ أَخَرَةً وَبِأَخَرَةٍ: ئۇ ئاخىرى كەلدى.

أَخْرَجَ يُخْرِجُ إِخْرَاجًا: چىقاردى، چىقىرىۋەتتى.

«وَأَخْرِجُوهُمْ مِنْ حَيْثُ أَخْرَجُوكُمْ» «قرآن» : سىلەرنى يۇرتۇڭلاردىن چىقىرىۋەتكەندەك، سىلەرمۇ ئۇلارنى يۇرتىدىن چىقىرىۋېتىڭلار.

«ثُمَّ يُخْرِجُ بِهِ زَرْعًا مُخْتَلِفًا أَلْوَانُهُ» «قرآن» : ئاندىن ئاللاھ ئۇنىڭ بىلەن رەڭگى خىلمۇ خىل زىرائەتلەرنى ئۈندۈردى.

أَخْرَجَهُ: ئېلىپ تاشلىدى، هەيدىۋەتتى، بوشاتتى، چىقىرىۋەتتى.

أَخْرَجَ الْمَسْأَلَةَ: مەسىلىنى چۈشەندۈردى.

أَخْرَجَ الشَّيْءَ: تارقاتتى.

أَخْرَجَ الْكِتَابَ: نەشر قىلدى.

أَخْرَجَ الْمَسْرَحِيَّةَ: رېژىسسورلۇق قىلدى.

أَخْرَجَ الصَّوْتَ: ئاۋاز چىقاردى.

أَخْرَجَ رِيْحًا: ئوسۇردى.

أَخْرَجَ الثَّوَرَ: رەسىم يۇدى.

أَخْرَجُ م خَرْجَاءُ: ئاق ـ قارا گۈللۈك.

أَخْرَسَ يُخْرِسُ إِخْرَاسًا: گاچا قىلىپ قويدى، ئېغىزىنى ئاچۇرمىدى، لام ـ مىم دېگۈزمىدى.

أَخْرَسُ م خَرْسَاءُ ج خُرْسٌ. وخُرْسَانٌ: گاچا، تىلسىز.

أَخْرَقُ م خَرْقَاءُ ج خُرْقٌ: گالۋاڭ، هاماقەت، ئەخمەق، دۆت.

«لاَ تَكُنْ أَخْرَقَ بِمُغَامَرَاتِكَ الْهَوْجَاءِ» : ساراڭلارچە تەۋەككۈلچىلىكىڭ بىلەن ئەخمەق بولما.

اِخْرَوْرَقَ يَخْرَوْرِقُ اِخْرِيرَاقًا: يېيىلدى، دەز كەتتى.

اِخْرَوْرَقَ الْكِذْبَ: يىتىنە ـ پاسات تېرىدى.

أُخْرَى ج أُخْرَيَاتٌ وَأُخَرُ: ئاخىرقى، ئايىغى.

بَيْنَ آوِنَةٍ وَأُخْرَى: ئاندا ـ ساندا، ئارىلاپ.

مِنْ سَنَةٍ إِلَى أُخْرَى: بىر يىلدىن ئىككىنچى يىلغىچە.

فِي أُخْرَيَاتِ أَيَّامِهِ: هاياتىنىڭ ئاخىرقى كۈنلىرىدە.

أُخْرَوِيٌّ: ئاخىرەتلىك، ئۇ دۇنيالىق.

أَخْزَرُ م خَزْرَاءُ خُزْرٌ وَخَزْرَوَاتٌ: ئەلەس.

أَخْزَمُ: ئەركەك يىلان.

أَخْزَى يُخْزِي إِخْزَاءً: خىجالەت قىلدى، رەسۋا قىلدى.

«فَسَوْفَ تَعْلَمُونَ مَنْ يَأْتِيهِ عَذَابٌ يُخْزِيهِ وَيَحِلُّ عَلَيْهِ عَذَابٌ مُقِيمٌ» «قرآن» : خار قىلغۇچى ئازاب (يەنى توپان بالاسى بىلەن غەرق بولۇش) نىڭ كىمنىڭ ئۈستىگە كېلىدىغانلىقىنى، دائىمى ئازاب (يەنى جەهەننەم ئازابى) نىڭ كىمگە چۈشىدىغانلىقىنى كېلەچەكتە بىلىسىلەر.

أَخْسَرَ يُخْسِرُ إِخْسَارًا الْبَائِعُ الْمِيْزَانَ: ساتقۇچى جىڭنى كېمەيتىۋەتتى.

«وَإِذَا كَالُوْهُمْ أَوْوَزَنُوْهُمْ يُخْسِرُوْنَ» «قرآن» : كىشىلەرگە ئۆلچەپ ياكى تارتىپ بەرگەن چاغدا، كەم بېرىدۇ.

أَخْسَرَ الْبَائِعُ فِي تِجَارَتِهِ: ساتقۇچى زىيان تارتقۇزىۋەتتى.

اِخْشَوْشَبَ يَخْشَوْشِبُ اِخْشِيشَابًا: ئاددىي- ساددا بولدى، جاپالىق تۇرمۇش كەچۈردى.

«اِخْشَوْشَبَ الْجُنُودُ فِي مَلْبَسِهِمْ وَعَيْشِهِمْ» : ئەسكەرلەر كىيىم- كېچەك ۋە يېمەك- ئىچمەكتە ئاددىي- ساددا ياشىدى.

**إِخْشَوْشَنَ يَخْشَوْشِنُ إِخْشِيشَانًا:** ئاددىي- ساددا ياشىدى، ئىغىر تۇرمۇش كەچۈردى.

**«إِخْشَوْشِنُوافَإِنَّ النِّعَمَ لاَتَدُومُ» «حديث»:** ئاددىي - ساددا ياشاڭلار، نېمەتنىڭ داۋامى يوق.

**إِخْصَائِيٌّ:** ماھىر، كەسىپ ئەھلى، مۇتەخەسسىس.

**أَخْصَبَ يُخْصِبُ إِخْصَابًا الْقَوْمُ:** مولچىلىق بولۇپ كىشىلەرنىڭ تۇرمۇشى باياشات بولدى.

**أَخْصَبَ الْمَكَانُ:** مولچىلىق بولدى.

**«جَادَتِ السَّمَاءُ فَأَخْصَبَتِ الْأَرْضُ»:** يامغۇر كۆپەيدى، شۇڭا يەر مۇنبەتلەشتى.

**أَخْصَرُ:** ئەڭ ئىخچام.

**«عَرَضَ فِكْرَتَهُ بِأَخْصَرِ عِبَارَةٍ»:** ئۇ ئۆزىنىڭ پىكرىنى ئەڭ ئىخچام ئىبارىلەر بىلەن ئوتتۇرىغا قويدى.

**عَلَى الْأَخَصِّ. بِوَجْهٍ أَخَصَّ:** ئېنىقراقى، ئالاھىدە، بولۇپمۇ.

**«أَدِّ الصَّلَوَاتِ فِي مَوَاعِيدِهَا وَصَلاَةَ الصُّبْحِ بِوَجْهٍ أَخَصَّ / عَلَى الْأَخَصِّ»:** سەن نامازلارنى بەلگىلەنگەن ۋاقتىدا ئادا قىلغىن، بولۇپمۇ بامدات نامازنى ۋاقتىدا ئادا قىل.

**أَخْصَفَ يُخْصِفُ إِخْصَافًا النَّعْلَ:** كەشنى ياماپتى.

**أَخْضَرُ م خَضْرَاءُ و خُضْرٌ:** يېشىل، ياپيېشىل.

**«أَتَى عَلَى الْأَخْضَرِ وَالْيَابِسِ»:** ھەممىنى گۇمران قىلدى، ھەممىنى بىتچىت قىلدى.

**«اَلَّذِي جَعَلَ لَكُمْ مِنَ الشَّجَرِ الْأَخْضَرِ نَارًا» «قرآن»:** ئاللاھ سىلەر ئۈچۈن يېشىل دەرەختىن ئوت پەيدا قىلدى.

**شَابٌّ أَخْضَرُ:** بالاغەت يېشىدىن ھالقىغان ياش.

**«اَلْأَمْرُ بَيْنَنَا أَخْضَرُ»:** ئارىمىزدىكى ئىش يېڭى.

**اَلْخَطُّ الْأَخْضَرُ:** يېشىل لىنىيە (تاموژنىدا تەكشۈرۈشكە تېگىشلىك بولغان مال كۆتۈرمىگەنلەر ئۆتىدىغان يول).

**اَلضَّوْءُ الْأَخْضَرُ:** يېشىل چىراغ.

**«إِجْتَازَ الْمَارَّةُ الطَّرِيقَ عِنْدَ ظُهُورِ النُّورِ الْأَخْضَرِ»:** يولۇچىلار يېشىل چىراغ ياندا يولنى كېسىپ ئۆتتى.

**أَخْضَرَانِ:** دەرەخ ۋە ئوت - چۆپ.

**إِخْضَرَّ يَخْضَرُّ إِخْضِرَارًا الشَّيْءُ:** يېشىللاشتى.

**إِخْضَرَّتِ الْأَرْضُ:** يەر كۆكەردى، يېشىللاشتى.

**«أَقْبَلَ الرَّبِيعُ فَاخْضَرَّتِ الْأَرْضُ»:** باھار كېلىپ زېمىن كۆكەردى.

**أَخْضَعَ يُخْضِعُ إِخْضَاعًا:** بوي سۇندۇردى، باش ئەگدۈردى.

**«أَخْضَعَ الْفَقْرُ الرَّجُلَ»:** يوقسۇزلۇق ئەركىشىنى بويسۇندۇردى.

**أَخْضَلَ يُخْضِلُ إِخْضَالاً الشَّيْءَ:** ھۆل قىلىۋەتتى.

**أَخْضَلُ م خَضْلاَءُ ج خُضْلٌ:** يۇمشاق.

**إِخْضَلَّ يَخْضَلُّ إِخْضِلاَلاً:** ھۆل بولۇپ كەتتى.

**إِخْضَوْضَبَ يَخْضَوْضِبُ إِخْضِيضَابًا الشَّجَرُ:** دەرەخ كۆكەردى.

**أَخْطَأَ يُخْطِئُ إِخْطَاءً الرَّجُلُ:** خاتالاشتى، خاتا قىلدى، گۇناھ قىلدى.

**«رَبَّنَالاَتُؤَاخِذْنَا إِنْ نَسِينَا أَوْ أَخْطَأْنَا» «قرآن»:** پەرۋەردىگارىمىز! ئەگەر بىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق بىزنى جازاغا تارتمىغىن.

**أَخْطَأَ بَيْنَ الشَّيْئَيْنِ:** خاتا چۈشىنىپ قالدى.

**أَخْطَأَتْهُ الرَّصَاصَةُ:** ئوق ئۇنىڭغا تەگمىدى.

**أَخْطَأَالْإِسْتِعْمَالَ:** خاتا ئىشلەتتى.

**أَخْطَأَ التَّقْدِيرَ:** خاتا مۆلچەرلىدى.

**أَخْطَأَهُ السَّهْمُ:** ئوقى نىشانغا تەگمىدى.

**أَخْطَأَ الْغَرَضَ:** خاتا چۈشىنىپ قالدى.

**أَخْطَأَ الْفَهْمَ:** خاتا چۈشىنىپ قالدى.

**أَخْطَأَهُ الْحَظُّ:** تەلىيى ئوڭدىن كەلمىدى.

**أَخْطَأَهُ الْحَقُّ:** ھەقىقەتكە ئېرىشەلمىدى.

**أَخْطَأَ فِي الْإِسْتِنْتَاجِ:** خاتا ھۆكۈم چىقاردى.

**أَخْطَأَهُ التَّوْفِيقُ:** مۇۋەپپەقىيەت قازىنالمىدى.

**أَخْطَأَ فِي النَّقْلِ:** خاتا تەرجىمە قىلدى.

**أَخْطَأَ فِي التَّهْجِئَةِ:** خاتا تەلەپپۇز قىلدى.

**أَخْطَأَ فِي اللَّفْظِ:** خاتا تەلەپپۇز قىلدى.

**أَخْطَأَ فِي التَّسْمِيَةِ:** خاتا ئاتىدى.

**إِخْطَارٌ:** ئاگاھلاندۇرۇش، ئۇقتۇرۇش، ئەسكەرتىش.

**«جَاءَكَ إِخْطَارٌ بِمَوْعِدِ نَظَرِ قَضِيَّتِكَ»:** سىپنىڭ مەسىلەڭنى قاراپ چىقىش ۋاقتى ھەققىدە ئۇقتۇرۇش كەلدى.

**أَخْطَرَ يُخْطِرُ إِخْطَارًاالشَّيْءَ:** ئۇقتۇردى، يەتكۈزدى.

**أَخْطَرَ الْمَرِيضُ:** كېسەل ئېغىرلاشتى.

**اِخْطَطَّ يَخْطَطُّ اِخْتِطَاطًا الشَّيْءَ:** سىزدى.

**أَخْطَلُ م خَطْلَاءُ ج خُطْلٌ:** ئەخمەق، دۆت.

**إِخْفَاءٌ:** يوشۇرماق، مەخپى تۇتماق.

**إِخْفَاقٌ:** يېڭىلمەك، مەغلۇپ بولماق.

**«إِنَّ تَأْخِيرَ عَمَلِ الْيَوْمِ إِلى غَدٍ هُوَالسَّبَبُ فِي إِخْفَاقٍ كَثِيرٍ مِنَ الطُّلَّابِ»:** كۆپلىگەن ئوقۇغۇچىلارنىڭ ئۇتۇق قازىنالماسلىقىنىڭ سەۋەبى بۈگۈنكى ئىشنى ئەتىگە قويغانلىقىدۇر.

**أَخْفَتَ يُخْفِتُ إِخْفَاتًا:** ئاۋازنى پەسلەتتى.

**أَخْفَشُ م خَفْشَاءُ ج خُفْشٌ:** نامازشام قارىغۇسى.

**أَخَقُّ م خَقَّاءُ ج خَقٌّ:** تەنتەك.

**أَخْفَقَ يُخْفِقُ إِخْفَاقًا الشَّخْصُ:** مەقسىتىگە يېتەلمىدى، يېڭىلدى.

**أَخْفَى يُخْفِي إِخْفَاءً الشَّيْءَ:** يوشۇردى، مەخپى تۇتتى.

**«رَبَّنَا اِنَّكَ تَعْلَمُ مَانُخْفِي وَمَانُعْلِنُ» ‹قرآن›:** پەرۋەردىگارىمىز! سەن بىزنىڭ يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا قىلغانلىرىمىزنى بىلىپ تۇرىسەن.

**أَخْفَى الْمَسْرُوقَاتِ:** ئوغرىلانغان مالنى يوشۇردى، ھارام مالنى يوشۇردى.

**أَخْفَى الصَّوْتَ:** ئاۋازنى يوشۇردى.

**«أَخْفَى التَّاجِرُ الْخَسِيسُ السِّلْعَةَ»:** بېخىل تىجارەتچى مېلىنىڭ باھاسىنى يوشۇردى.

**«أَخْفَى الْمُصَلِّي قِرَاءَتَهُ»:** ناماز ئوقۇغۇچى قىرائەتنى يوشۇرۇن ئوقۇدى.

**أَخْفَى مُجْرِمًا:** جىنايەتچىنى يوشۇردى.

**إِخْلَاءٌ:** بوشاتماق، چىقارماق، بىكار قىلماق.

**إِخْلَاصٌ:** سادىق بولماق، سەمىمىي بولماق، ئىخلاس قىلماق.

**«عَزَمْتُ أَنْ أَخْدُمَ الشَّعْبَ بِكُلِّ إِخْلَاصٍ»:** جان - دىل بىلەن خەلق ئۈچۈن خىزمەت قىلىشقا بەل باغلىدىم.

**سُورَةُ الْإِخْلَاصِ:** «قُلْ هُوَ اللّٰهُ اَحَدٌ» سۈرىسى.

**سُورَتَا الْإِخْلَاصِ:** «قُلْ هُوَ اللّٰهُ اَحَدٌ» سۈرىسى بىلەن «قُلْ يَا اَيُّهَا الْكَافِرُونَ» سۈرىسى.

**أَخْلَاطُ النَّاسِ:** ئېگىز - پەس ئادەملەر، قۇلاق كەستىلەر، ئالمانلار.

**أَخْلَاطُ الْإِنْسَانِ:** ئىنسان خىلىتلىرى (قەدىمقى تېبابەتتە ئىنسانىنىڭ مىزاجى سەپرا، سەۋدا، بەلغەم، قاندىن ئىبارەت تۆت تۈرگە بۆلۈنەتتى.)

**إِخْلَافٌ:** خىلاپلىق قىلىش، ئەمەل قىلماسلىق، رىئايە قىلماسلىق.

**«مِنْ صِفَاتِ الْمُنَافِقِ الْكِذْبُ وَإِخْلَافُ الْوَعْدِ»:** يالغان سۆزلەش ۋە ۋەدىگە خىلاپلىق قىلىش مۇناپىقنىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر.

**أَخْلَاقٌ:** ئەدەپ، ئەخلاق.

**اَلْأَخْلَاقُ الْإِجْتِمَاعِيَّةُ:** ئىجتىمائىي ئەخلاق.

**«وَلْتَكُنِ الْأَخْلَاقُ الْكَرِيْمَةُ حُلْيَتَكُمْ»:** قىممەتلىك ئەخلاق سىلەرنىڭ زىننەتلىرىڭلار بولسۇن.

**شُرْطَةُ الْأَخْلَاقِ:** ئەدەپ - ئەخلاققا ياتمىدىغان ئىشلارنى باشقۇرىدىغان ساقچى، ئەدەپ - ئەخلاق ساقچىسى.

**كَرَمُ الْأَخْلَاقِ:** ئەخلاقىي ئېسىل.

**مَكَارِمُ الْأَخْلَاقِ:** ئېسىل ئەخلاقلار.

**عِلْمُ الْأَخْلَاقِ:** ئەخلاق نەزەرىيىسى، ئېتىكا.

**اَلْأَخْلَاقُ الطَّيِّبَةُ:** ياخشى ئەخلاق، گۈزەل ئەخلاق.

**أَخْلَاقِيٌّ:** ئەخلاقى، ئەخلاققا ياتىدىغان.

**أَخْلَاقِيَّةٌ ج أَخْلَاقِيَّاتٌ:** ھەققانىيەت؛ مەنىۋى قابىلىيەت، ئىستىدات.

**لَاأَخْلَاقِيَّةٌ:** ئەخلاقنى ئىنكار قىلىپ رىئاللىقنى ھېسابقا ئالىدىغانلار.

«يَخْضَعُ الْعَالَمُ الْيَوْمَ لِعَقْلِيَّةٍ جَدِيدَةٍ وَأَخْلاَقِيَّةٍ جَدِيدَةٍ» : بۈگۈنكى دۇنيا يېڭى ئاڭ ۋە يېڭى ئەخلاقتا بويسۇنماقتا.

اَلْفَلْسَفَةُ الْأَخْلاَقِيَّةُ: ئەخلاق پەلسەپىسى، ئەخلاق نەزەرىيىسى، ئېتىكا.

اَلْجَرَائِمُ الْأَخْلاَقِيَّةُ: كىشىنىڭ نومۇسىغا چېتىلىدىغان جىنايەتلەر.

إِخْلاَلٌ: دەخلى يەتكۈزمەك، تەسىر يەتكۈزمەك.

إِخْلاَلٌ بِالْأَمْنِ: جەمئىيەت تەرتىپىنى بۇزۇش.

إِخْلاَلٌ بِالْعَهْدِ: ئەھدىنى بۇزۇش، ۋەدىنى بۇزۇش.

مَعَ عَدَمِ الْإِخْلاَلِ بِكَذَا: كۆڭۈلدە سان بولۇش؛ دەخلى يەتكۈزمەسلىك.

أَخْلَدَ يُخْلِدُ إِخْلاَدًا الشَّيْءَ: مەڭگۈلۈك قىلدى، داۋاملاشتۇردى، باقى قالدۇردى.

أَخْلَدَ إِلَى: بېرىلىپ كەتتى.

«وَلَكِنَّهُ أَخْلَدَ إِلَى الْأَرْضِ وَاتَّبَعَ هَوَاهُ» «قۇرئان» : لېكىن ئۇ دۇنياغا بېرىلىپ كەتتى، نەپسى - خاھىشىغا بويسۇندى.

«وَيَخْلُدْ فِيهِ مُهَانًا» «قۇرئان» : ئۇ مەڭگۈ ئازاب ئىچىدە خارلانغان ھالدا قالىدۇ.

«يَحْسَبُ أَنَّ مَالَهُ أَخْلَدَهُ» «قۇرئان» : ئۇ مېلى ئۆزىنى دۇنيادا مەڭگۈ قالدۇرىدۇ دەپ ئويلايدۇ.

أَخْلَدَ بِالْمَكَانِ أَوْ فِي الْمَكَانِ: ماكانلاشتۇردى، ئولتۇراقلاشتۇردى.

أَخْلَدَ إِلَى الْأَرْضِ: ئارام تاپتى.

أَخْلَدَ إِلَى الرَّاحَةِ: ئارام تاپتى، ئارام ئالدى.

أَخْلَدَ إِلَى النَّوْمِ: ئارام تاپتى.

أَخْلَدَ إِلَى السُّكُونِ: ئارام ئالدى، ئىستىراھەت قىلدى.

أَخْلَصَ يُخْلِصُ إِخْلاَصًا : سەمىمىي بولدى، خالىس قىلدى، چىن كۆڭلى بىلەن قىلدى.

«إِلاَّ الَّذِينَ تَابُوْا وَأَصْلَحُوا وَاعْتَصَمُوْا بِاللّٰهِ وَأَخْلَصُوْا دِيْنَهُمْ لِلّٰهِ» «قۇرئان» : پەقەت ( مۇناپىقلىقتىن ) تەۋبە قىلغان ، (ئەمەللىرىنى) تۈزەتكەن، ئاللاھنىڭ كىتابىغا چىڭ يېپىشقان، دىنىنى ئاللاھ ئۈچۈن خالىس قىلغان كىشىلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا.

أَخْلَصَ الشَّيْءَ: ساپ قىلدى، پاكىزلىدى، تازىلىدى.

أَخْلَصَ لِلّٰهِ: ئاللاھقا سەمىمىي بولدى.

أَخْلَصَ لِصَاحِبِهِ: دوستىغا سەمىمىي بولدى، دوستىغا ئىخلاسمەن بولدى.

أَخْلَصَ فِي عَمَلِهِ: ئىشىدا ئەستايىدىل بولدى، سەمىمىي بولدى.

«إِنَّا أَخْلَصْنَاهُمْ بِخَالِصَةٍ ذِكْرَى الدَّارِ» «قۇرئان» : ئۇلارنى بىز پاك - خىسلەتلىك، ئاخىرەتنى ئەسلەپ تۇرىدىغان سەمىمىي كىشىلەر قىلدۇق.

أَخْلَفَ يُخْلِفُ إِخْلاَفًا وَعْدَهُ أَوْ بِهِ: ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلدى.

«إِنَّ اللّٰهَ لاَيُخْلِفُ الْمِيْعَادَ» «قۇرئان» : شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلمايدۇ.

أَخْلَفَهُ: ئارقىسىدا قىلدى، ئارقىسىغا ئۆتكۈزدى.

أَخْلَفَ الْفَمُ: ئېغىز پۇرىدى.

أَخْلَقَ الثَّوْبَ: كىيىمنى ئوڭشىدى.

«أَخْلَفَ اللّٰهُ عَلَيْكَ أَوْلَكَ مَالَكَ» : ئاللاھ قولۇڭدىن كەتكەن مال - دۇنيانىڭ ئورنىنى تولدۇرۇپ بەرسۇن.

أَخْلَفَ وَعْدَهُ: ۋەدىسىگە ئەمەل قىلمىدى، ۋەدىسىگە ۋاپا قىلمىدى.

أَخْلَفَ رَجَاءَهُ: ئۇنى ئۈمىدسىزلەندۇردى.

أَخْلَقَ يُخْلِقُ إِخْلاَقًا الثَّوْبُ: كىيىم كونىراپ كەتتى، ئەسكىرەپ كەتتى.

أَخْلَقَ الشَّبَابُ: ياشلىق كەتتى، ياشلىق تۈگىدى.

أَخَلَّ يُخِلُّ إِخْلاَلاً بِالشَّيْءِ: دەخلى يەتكۈزدى، بىخەستىلىك قىلدى.

أَخَلَّ بِالنِّظَامِ الْعَامِّ: جامائەت تەرتىپىنى بۇزدى، قالايمىقانچىلىق چىقاردى.

أَخَلَّ بِعَمَلِهِ: خىزمىتىگە بىخەستىلىك قىلدى.

أَخَلَّ بِالْعَهْدِ: ئەھدىنى بۇزدى، ۋەدىگە خىلاپلىق قىلدى.

أَخَلَّ بِالتَّقَالِيْدِ: ئەنئەنىگە سەل قارىدى.

إِخْلَوْلَقَ يَخْلَوْلِقُ إِخْلِيلاَقًا : يىرتىلدى، ئەسكى-

رەپ كەتتى، كونىراپ كەتتى؛ ئېھتىمال، مۇمكىن.

«اِخْلَوْلَقَتِ السَّمَاءُ أَنْ تُمْطِرَ» : يامغۇر يېغىشى مۇمكىن.

أَخْلَى يُخْلِي إِخْلاَءً الْمَكَانَ وَالْإِنَاءَ: جاينى ياكى قاچىنى قۇرۇقداپ قويدى، بوشاتتى.

أَخْلَى لِفُلاَنٍ مَجْلِسَهُ: بوشىتىپ بەردى.

«لاَ أَخْلَى اللّٰهُ مَكَانَكَ» : ئاللاھ ساڭا ئۇزۇن ئۆمۈر ئاتا قىلسۇن.

أَخْلَى سَبِيْلَهُ: تۈرمىدىن بوشاتتى، قويۇپ بەردى.

أَخْمَدَ يُخْمِدُ إِخْمَادًا النَّارَ: ئوتنى ئۆچۈردى.

أَخْمَدَ الْفِتْنَةَ: پىتنىنى بېسىقتۇردى.

أَخْمَدَ الصَّوْتَ: ئاۋازنى پەسەيتتى.

أَخْمَصُ الْقَدَمِ ج أَخَامِصُ: تاپان ئوتتۇرىسى.

«نَظَرَمِنْ قِمَّةِرَأْسِهِإِلَى أَخْمَصِ قَدَمَيْهِ» : بېشىدىن ئايىغىغىچە سىنچىلاپ قاراپ چىقتى، باشتىن ـ ئاخىر دىققەت بىلەن قاراپ چىقتى.

أَخْمَصُ الْبَطْنِ: ئاچ قورساق.

أَخَمَّ يُخِمُّ إِخْمَامًا: ئېچىتتى، بولدۇردى.

أَخْنَسُ م خَنْسَاءُ ج خُنْسٌ: پۈچۈق بۇرۇن، پاناق.

أَخْنَعَ يُخْنِعُ إِخْنَاعًا الْحَاجَةُ: بويسۇندۇردى، خار قىلدى.

أَخْنَقُ م خَنْقَاءُ ج خُنْقٌ: دىمىغىدا گەپ قىلىدىغان ئادەم، خىلك ـ خىلك ئادەم، قاڭشىق ئادەم.

أَخَنُّ م خَنَّاءُ ج خُنٌّ: دىمىغىدا گەپ قىلىدىغان ئادەم، قاڭشىق ئادەم.

أَخْنَى يُخْنِي إِخْنَاءً عَلَيْهِ الدَّهْرُ: جاپا تارتتى، زامانىنىڭ سەرگۈزەشتىلىرىنى بېشىدىن كەچۈردى.

أَخْوَصَ يُخْوِصُ إِخْوَاصًا النَّخْلَةُ: خورما ياپراق چىقاردى.

أَخْوَصُ: كىچىك كۆزلۈك، كۆزى كىچىك.

أُخُوَّةٌ: قېرىنداشلىق، دوستلۇق.

أَخْوَى يُخْوِي إِخْوَاءً الشَّخْصُ: قورسىقى ئاچتى.

أَخْوَى الشَّيْءَ: قۇرۇقداپ قويدى، بىكار قىلدى، خالى قىلدى.

أَخَوِيٌّ: قېرىنداشلىق مۇناسىۋەت، قېرىنداشلارچە دوستلۇق.

أَخَوِيَّةٌ: قېرىنداشلىق، دوستلۇق.

عَلاَقَةٌ أَخَوِيَّةٌ: قېرىنداشلىق مۇناسىۋەت.

أَخِيذٌ ج أَخْذَى: ئەسىر ۋە غەنىيمەت، ئەسىر ۋە ئولجا.

أَخِيذَةٌ: غەنىيمەت، ئولجا.

أَخِيْرٌ ج أَخِيرُونَ: ئاخىرى، ئايىغى، تۈگەنچىسى، ئاخىرقى، ئەڭ ئاخىرقى.

اَلْأَخِيْرُ: يېقىندا.

أَخِيْرًا: ئاخىرى، ئاخىرقى ھېسابتا.

أَخِيْرًا لاَ آخِرًا: ئاخىرىدا، ئايىغىدا، تۈگەنچىسىدە.

«أَنْتَ مَسْؤُولٌ أَوَّلاً وَأَخِيْرًا» : باشتىن ـ ئاخىرى سەن مەسئۇل.

«وَصَلَتْنَاأَخِيْرًاالطَّبْعَةُالْجَدِيْدَةُ مِنَ الْكِتَابِ» : كىتابنىڭ يېڭى نۇسخىسى ئاخىرى بىزگە يېتىپ كەلدى.

«وَأَخِيْرًا قَرَّرَ أَنْ يُوَاصِلَ دِرَاسَتَهُ بَعْدَ تَرَدُّدٍ طَوِيْلٍ» : ئۇ ئۇزۇن ئىككىلەنگەندىن كېيىن ئاخىرى، ئوقۇشىنى داۋاملاشتۇرۇشنى قارار قىلدى.

«كَانَ الْمُتَكَلِّمُ الْأَخِيْرَ» : ئاخىرقى سۆزلىگۈچى بولدى.

اَلْمَرْحَلَةُ الْأَخِيْرَةُ: ئاخىرقى باسقۇچ، ئاخىرقى مەزگىل.

فِي الْمُدَّةِ الْأَخِيْرَةِ: ئاخىرقى مەزگىل.

«لَقَدْ تَحَقَّقَتْ أُمْنِيَّتِي أَخِيْرًا» : ئارزۇيۇم ئاخىرى ئەمەلگە ئاشتى.

أَخِيَّةٌ: چىغرىق.

أَدَاءٌ: ئادا قىلماق، ئورۇنلىماق، بېجىرمەك.

«مِنْ شُرُوطِ نَجَاحِ الْمُمَثِّلِ حُسْنُ الْأَدَاءِ» : ياخشى ئورۇنداش بولسا ئارتىسنىڭ نەتىجە قازىنىشىنىڭ شەرتلىرىدىندۇر.

أَدَاءٌ فَرْدِيٌّ: يالغۇز رول ئېلىش.

أَدَاءُ الْخِدْمَةِ الْعَسْكَرِيَّةِ: ھەربىي خىزمەت

ئۆتسمەك.

أَدَاةٌ ج أَدَوَاتٌ: ماتېرىيال، سايمان، قورال، ئەسۋاب.

أَدَوَاتُ الْبِنَاءِ: قۇرۇلۇش ماتېرىياللىرى.

أَدَوَاتٌ مَنْزِلِيَّةٌ: ئۆي جاھازلىرى، ئۆي سايمانلىرى.

«لَمْ يَكُنْ إِلاَّ أَدَاةً فِي أَيْدِيهِمْ» : ئۇ ئۇلارنىڭ قولىدا قورالغا ئايلىنىپ قالدى.

«لاَبُدَّ مِنْ رَدِّ الأَدَوَاتِ إِلَى مَكَانِهَا الأَصْلِيِّ بَعْدَ اسْتِعْمَالِهَا» : سايمانلارنى ئىشلىتىپ بولغاندىن كېيىن ئۆز جايىغا ئاپىرىۋېتىش كېرەك.

أَدَوَاتُ الْحِرَاثَةِ: دېھقانچىلىق سايمانلىرى.

أَدَاةُ تَعْرِيفٍ: ئېنىقلىق قوشۇمچىسى (مەسىلەن: ئەرەبچە سۆزنىڭ بېشىدا كېلىدىغان «ال» ).

أَدَوَاتٌ مَكْتَبِيَّةٌ: يېزىش - سىزىش قوراللىرى.

أَدَوَاتٌ كِتَابِيَّةٌ: يېزىش - سىزىش قوراللىرى، يېزىقچىلىق قوراللىرى.

أَدَوَاتٌ مُخْتَبَرِيَّةٌ: تەجرىبە ئۈسكۈنىلىرى.

أَدَادَ يُدِيدُ إِدَادَةً: قۇرتلاپ قالدى، قۇرت چۈشتى.

أَدَاةٌ: ئىسسىقلىق، ھارارەت، قىزىقلىق، تېمپېراتۇرا؛ ئۇسسۇزلۇق.

أَدَارَ يُدِيرُ إِدَارَةً: ئايلاندۇردى، چۆرگىلەتتى.

أَدَارَ الشَّكْلَ: يۇمىلاق قىلدى.

«إِلاَّ أَنْ تَكُونَ تِجَارَةً حَاضِرَةً تُدِيرُونَهَا بَيْنَكُمْ فَلَيْسَ عَلَيْكُمْ جُنَاحٌ» (قۇرئان) : لېكىن ئاراڭلاردا قىلىشقان قولمۇ قول سودىدا ھۆججەت يازمىساڭلارمۇ ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.

أَدَارَ الرَّجُلَ عَلَى الأَمْرِ: قۇتقۇزدى، تەشەببۇس قىلدى.

أَدَارَ الرَّأْيَ: پىكرىنى ئۆزگەرتتى.

أَدَارَ الرَّجُلَ عَنِ الأَمْرِ: تەزدۇردى، زېرىكتۈردى.

أَدَارَ الآلَةَ: ماڭدۇردى، ئايلاندۇردى.

أَدَارَ الشَّرِكَةَ: شىركەتنى باشقۇردى.

«أَدَارَ الْعِمَامَةَ حَوْلَ رَأْسِهِ» : سەللە يۆگىدى.

أَدَارَ بِوَجْهِهِ عَنْهُ: يۈز ئۆرۈدى، كۆرمەسكە سالدى.

أَدَارَ ظَهْرَهُ لَهُ: كارى بولمىدى، ئەھمىيەت بەرمىدى، كۆڭۈل بۆلمىدى، ئارقىسىنى قىلىۋالدى.

أَدَارَ رَأْسَهُ عَنِ الشَّيْءِ: كارى بولمىدى، كۆڭۈل بۆلمىدى، ئەھمىيەت بەرمىدى.

أَدَارَ دَفَّةَ الْحَدِيثِ: سۆزنى بۆلىۋەتتى.

أُدِيرَ بِهِ : بېشى قايدى.

إِدَارَةٌ: باشقۇرماق، ئايلاندۇرماق، ئىدارە قىلماق.

إِدَارَةُ الأَمْنِ: خەۋپسىزلىك باشقارمىسى، خەۋپسىزلىك ئىدارىسى، ساقچىخانا.

إِدَارَةُ الآلاَتِ: ماشىنىنى ئايلاندۇرماق.

إِدَارَةُ الْعَمَلِ: باشقۇرماق، ئىدارە قىلماق، شۇغۇللانماق.

مَجْلِسُ الإِدَارَةِ: باشقۇرۇش ھەيئىتى، باشقارما.

مَجْلِسُ إِدَارَةِ الْبَنْكِ: بانكا باشقۇرۇش ھەيئىتى.

رَئِيسُ الإِدَارَةِ: باشقۇرماق، باشلىق، دېرېكتور.

مَرْكَزُ الإِدَارَةِ: باش بېيرو، باش ئىدارە، باش باشقارما.

إِدَارَةُ تَحْرِيرِ الْجَرِيدَةِ: گېزىتخانا، گېزىت ئىدارىسى.

إِدَارَةُ الْكُلِّيَّةِ: فاكۇلتېت ئىشخانىسى.

إِدَارَةُ الْجَامِعَةِ: ئۇنىۋېرسىتېت ئىشخانىسى.

الإِدَارَةُ الْمُبَرْمَجَةُ: پىلانلىق باشقۇرۇش.

إِدَارِيٌّ: مەمۇرىي.

إِدَارِيًّا: مەمۇرىي جەھەتتىن.

أَدَاقَ يُدِيقُ إِدَاقَةَ الدَّوَاءِ: دورىنى ئارىلاشتۇردى، قوچىدى.

أَدَالَ يُدِيلُ إِدَالَةً: يەڭدى.

إِدَالَةٌ: يەڭمەك، غەلىبە قازانماق.

أَدَامَ يُدِيمُ إِدَامَةَ الشَّيْءِ: ئەتتىي داۋاملاشتۇردى.

«أَدَامَ اللهُ بَقَاءَكُمْ» : ئاللاھ سىلەرگە ئۇزۇن ئۆمۈر ئاتا قىلسۇن.

«أَدَامَ اللهُ فَضْلَكَ» : ئاللاھ پەزلىڭنى تۈگىمەيدىغان قىلسۇن.

إِدَامٌ: تېتىتقۇ.

أَدَانَ يُدِينُ إِدَانَةً الْقَاضِي الْمُتَّهَمَ: سودييه قارىلانغۇچىنىڭ جىنايىتىنى بېكىتتى.

أَدَانَ الْغَنِيُّ الْمُحْتَاجَ: باي موھتاجغا قەرز بەردى.

«أَدِنِّي عَشَرَةَ دَنَانِيرَ» : ماڭا ئون تىللا قەرز بېرىپ تۇرسىڭىز.

إِدَانَةٌ: بېكىتمەك، ھۆكۈم قىلماق، ئەيىبلىمەك.

أَدَّأَبَ يُدْئِبُ إِدْآبًا الْعَمَلَ: داۋاملاشتۇردى.

أَدْأَبَ: چارچىتىۋەتتى.

أَدُبَ يَأْدُبُ أَدَبًا: ئەدەپلىك بولدى، تەربىيىلەندى.

أَدَبٌ ج آدَابٌ: ئەدەپ، ئەدەپ ـ ئەخلاق، ئەدەپ ـ قائىدە، قائىدە ـ يوسۇن؛ ئەدەبىيات.

أَدِبٌ: ئەدەپلىك بولماق، نازاكەتلىك بولماق.

«كَانَ يُعَامِلُ النَّاسَ بِكُلِّ أَدَبٍ وَاحْتِرَامٍ» : ئۇ كىشىلەر بىلەن ئەدەپ ـ ئەخلاق ۋە ھۆرمەت ئېھتىرام بىلەن مۇئامىلە قىلىشاتتى.

اَلْأَدَبُ الْمُعَاصِرُ: ھازىرقى زامان ئەدەبىياتى.

اَلْأَدَبُ الشَّعْبِيُّ: خەلق ئەدەبىياتى.

أَدَبُ الْأَطْفَالِ: ئۆسمۈرلەر ئەدەبىياتى.

عِلْمُ الْأَدَبِ: ئەدەبىيات؛ ئەدەبىياتشۇناسلىق؛ تىلشۇناسلىق.

بَيْتُ الْأَدَبِ: ھاجەتخانا، خالاجاي.

قَلِيلُ الْأَدَبِ: ئەخلاقسىز، ئەدەپسىز، مەدەنىيەتسىز، تەربىيىسىز.

فُنُونُ الْأَدَبِ: ئەدەبىيات پەنلىرى.

أَدَبُ الْكَاتِبِ: يازغۇچىلىق ئەدەپلىرى.

كُلِّيَّةُ الْأَدَبِ: ئەدەبىيات فاكۇلتېتى، ئەدەبىيات ئىنستىتۇتى.

إِدْبَارٌ: قاچماق، چېكىنمەك، يۈز ئۆرىمەك.

أُدَبَاتِيٌّ ج أُدَبَاتِيَّةٌ: ھازىر جاۋاب شائىر، قوشاقچى شائىر.

أَدْبَرَ يُدْبِرُ إِدْبَارًا الرَّجُلُ أَوِالنَّهَارُ أَوِالشَّيْءُ: قاچتى؛ داجىدى؛ كەتتى؛ يۈز ئۆرىدى.

أَدْبَرَ الدَّهْرُ عَنْهُ: زامان ئۇنىڭغا باقمىدى؛ ئەھۋالى يامانلاشتى.

أَدْبَرَ فُلَانٌ: ئۆلدى.

أَدْبَرَ الشَّيْءَ: ئارقىنى قىلىۋالدى.

«ثُمَّ أَدْبَرَ وَاسْتَكْبَرَ» «قرآن» : ئاندىن (ئىماندىن) يۈز ئۆرىدى (پەيغەمبەرگە ئەگىشىشتىن) تەكەببۇرلۇق بىلەن باش تارتتى.

أَدَبِيٌّ: ئەخلاقىي؛ ئېتىكىلىق؛ نەزەرىيىۋى؛ ئەدەبىي.

نَقْدٌ أَدَبِيٌّ: ئەدەبىي تەنقىد، ئەدەبىي ئوبزور.

ضَغْطٌ أَدَبِيٌّ: روھىي بېسىم.

حَرَكَةٌ أَدَبِيَّةٌ: ئەدەبىيات ھەرىكىتى.

«شَجَاعَةٌ أَدَبِيَّةٌ» : روھىي جۈشقۇنلۇق، ئەدەبىياتتىكى قەھرىمانلىق.

قِيمَةٌ أَدَبِيَّةٌ: مەنىۋى قىممەت.

مَادِّيًّا وَأَدَبِيًّا: ماددى ۋە مەنىۋى جەھەتتىن.

اَلْفَلْسَفَةُ الْأَدَبِيَّةُ: ئېستېتىكا، ئەخلاق ھەققىدىكى پەلسەپىۋى تەلىمات.

أَدَبِيَّاتٌ: ئەدەبىيات.

أَدْجَنَ يُدْجِنُ إِدْجَانًا الشَّخْصُ بِالْمَكَانِ: يەرلەشتى، تۇردى، ماكانلاشتى.

أَدْجَنَ اللَّيْلُ: قاراڭغۇ چۈشتى، قارايدى، قاش قارايدى.

أَدْجَنَ يَوْمُنَا: قاراڭغۇ بولۇپ كەتتى.

أَدْجَنَ فِي بَيْتِهِ: ئۆيىدە تۇردى.

أَدْجَنُ م دَجْنَاءُ ج دُجْنٌ: قارا.

بَعِيرٌ أَدْجَنُ: قارا تۆگە.

أَدْحَضَ يُدْحِضُ إِدْحَاضًا الْحُجَّةَ: پاكىتنى بىكار قىلىۋەتتى.

أَدْحَضَ قَدَمَ فُلَانٍ: ئىككى پۇتىنى بىر ئۆتۈككە تىقتى، كىشىنى تىغرىلىدى.

أُدْحِيَةٌ ج أَدَاحٍ: تۆگە قۇشىنىڭ تۇخۇم باسىدىغان جايى.

أَدْخَلَ يُدْخِلُ إِدْخَالًا الشَّيْءَ: كىرگۈزدى، ئىچىگە ئالدى.

«وَأَدْخَلْنَاهُمْ فِي رَحْمَتِنَا إِنَّهُمْ مِنَ الصَّالِحِينَ» «قرآن» : ئۇلارنى رەھمىتىمىز داىىرىسىگە كىرگۈزدۇق، ئۇلار ھەقىقەتەن ياخشىلاردىن ئىدى.

**«أَدْخَلَ ضَيْفَهُ الْمَنْزِلَ»:** مېھمىنىنى ئۆيگە باشلىدى.

**أَدْخَلَ الرَّجُلَ:** ئىجازەت بەردى.

**أُدْخِلَ عَلَيْهِ التَّعْدِيلاَتُ:** رەتلەندى، رەتكە سېلىندى، ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈلدى.

**«أَدْخَلُوا تَعْدِيلاَتٍ عَلَى الْاِقْتِرَاحِ الْأَصْلِيِّ»:** تەكلىپلەرنىڭ ئەسلى نۇسخىسىغا ئۆزگەرتىش كىرگۈزدى.

**أَدْخَنَ م دَخْنَاءُ ج دُخْنٌ:** ئىس - تۈتەك قاپلىغان، تۇمانلىق.

**أَدَّ يَأُدُّو يَئِدُّ أَدًّا الْوَيْلُ:** ئۇنىڭ بېشىنى قاتۇردى، پەرىشان قىلدى، ئۇنى باش ئاغرىقىغا قويدى.

**إِدٌّ. إِدَّةٌ ج إِدَادٌ وَ إِدَدٌ:** بالايىئاپەت، پالاكەتچىلىك.

**إِدَّارَكَ يَدَّارَكُ إِدَّرَاكًا:** قوغلاپ يېتىشىۋالدى.

**«حَتَّى إِذَا ادَّارَكُوا فِيهَا جَمِيعًا» «قرآن»:** ئۇلارنىڭ ھەممىسى دوزاخقا كىرىپ جەملەشكەندە...

**أَدَامٌ:** تېرىچى، خورۇم سودىگىرى.

**أَدَّبَ يُؤَدِّبُ تَأْدِيبًا:** تەربىيىلىدى، يېتىشتۈردى، ئەدەپ بەردى، ساۋاق بەردى، ئەدەپلىك جازالىدى.

**«أَدَّبَنِي رَبِّي فَأَحْسَنَ تَأْدِيبِي» «حديث»:** پەرۋەردىگارىم مېنى ئەخلاقلىق قىلىپ تەربىيىلىدى، شۇنىڭ بىلەن مېنىڭ ئەدەپ - ئەخلاقىمنى گۈزەل قىلدى.

**أَدَّبَ الْمُسِيءَ:** يامانلىق قىلغۇچىنى جازالىدى، ئەخلاقسىزلىقىنى تۈگەتتى، يامانلىق قىلغۇچىغا ئەدەپ ئۆگەتتى.

**إِدَّثَرَ يَدَّثِرُ إِدِّثَارًا الشَّخْصُ:** يۆگىنىۋالدى، يېپىنىۋالدى.

**«يَا أَيُّهَا الْمُدَّثِّرُ قُمْ فَأَنْذِرْ» «قرآن»:** ئى (ۋەھيى نازىل بولغان چاغدا) كىيىمگە چۆمكىلىۋالغۇچى (پەيغەمبەر) تۇر! (ئىنسانلارنى) ئاللاھنىڭ ئازابىدىن ئاگاھلاندۇر.

**إِدِّخَارٌ:** يىغماق، قۇراماق قىلىپ ساقلىماق.

**إِدِّخَارٌ إِنْتَاجِيٌّ:** ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كىرىمنىڭ بىر قىسمىنى مەبلەغ قىلىپ سېلىش.

**إِدِّخَارٌ اِحْتِيَاطِيٌّ:** ئېھتىيات ئۈچۈن پۇل - مال ساقلىماق.

**إِدَّرَأَ يَدَّرِئُ إِدِّرَاءً لِلصَّيْدِ:** ئوۋنى قارىغا ئالدى.

**إِدَّارَأَ يَدَّارَءُ إِدِّيرَاءً الْقَوْمُ:** قارشىلاشتى، ماجىرا قىلىشتى، دەتالاش قىلىشتى.

**«وَإِذْ قَتَلْتُمْ نَفْسًا فَادَّارَأْتُمْ فِيهَا» «قرآن»:** ئۆز ۋاقتىدا سىلەر بىر كىشىنى ئۆلتۈرگەن ۋە (قاتىلنىڭ كىملىكى) توغرىسىدا دەتالاش قىلىشقان ئىدىڭلار.

**إِدَّرَعَ يَدَّرِعُ إِدِّرَاعًا الْفَارِسُ بِالدِّرْعِ:** چەۋەنداز ساۋۇت كىيدى.

**إِدَّرَى يَدَّرِي إِدِّرَاءً:** ئالدىدى، قىلتاققا چۈشۈردى.

**إِدَّرَى الرَّأْسَ:** باش تارىدى، چاچ تارىدى.

**إِدِّعَاءٌ:** ئەرز، شىكايەت، دەۋا.

**مُمَثِّلُ الْاِدِّعَاءِ:** ئاقلىغۇچى، ئادۋوكات.

**إِدَّعَمَ يَدَّعِمُ إِدِّعَامًا عَلَى:** يۆلەندى، تاياندى.

**إِدَّعَى يَدَّعِي إِدِّعَاءً الشَّيْءَ:** ... نى تەلەپ قىلدى، ھوقۇق تەلەپ قىلدى، دەۋا قىلدى.

**«فُلاَنٌ يَدَّعِي كَرَمَ فَعَالِهِ»:** ئۆزىنىڭ ئېسىللىكىنى دەۋا قىلىدۇ.

**إِدَّعَى بِكَذَا:** قىياپىتىگە كىرىۋالدى، ...نى قىلىپ كۆرسەتتى، بانا قىلدى، سەۋەب قىلىپ كۆرسەتتى.

**إِدَّعَى عَلَيْهِ كَذِبًا:** تۆھمەت قىلدى، تۆھمەت چاپلىدى.

**إِدَّعَى عَلَيْهِ بِكَذَا:** ئەرز قىلدى، داتلىدى.

**إِدَّعَى إِلَى غَيْرِ أَبِيهِ:** ئۆزىنى ئۆز دادىسىدىن باشقىغا نىسبەت بەردى.

**«لَيْسَ مِنْ رَجُلٍ اِدَّعَى إِلَى غَيْرِ أَبِيهِ وَهُوَ يَعْلَمُهُ إِلَّا كَفَرَ» «حديث»:** بىلىپ تۇرۇپ باشقا كىشىنى دادام دەپ، ئۆزىنىڭ نەسەبىنى باشقىغا نىسبەت بەرگەن ئادەمنى راست مۇسۇلمان دېگىلى بولمايدۇ.

**إِدَّغَمَ يَدَّغِمُ إِدِّغَامًا الشَّيْءَ فِي الشَّيْءِ:** كىرگۈزدى.

**إِدَّغَمَ الْحَرْفَ:** ھەرپنى كىرىشتۈرۈپ ئىدغام بىلەن ئوقىدى.

**إِدَّلَثَ يَدَّلِثُ إِدِّلاَثًا:** قاپلىدى، دالدىغا ئالدى، ياپتى.

**إدَّلَجَ يَدَّلِجُ إدِّلاَجًا:** كېچىسى يۈرۈش قىلدى. كېچىدە يۈرۈش قىلدى، كېچىنىڭ ئاخىرىدا يۈرۈش قىلدى.

**إدَّلَعَ يَدَّلِعُ إدِّلاَعًا:** تىلى چىقتى (تىلنى ئېغىزدىن چىقىرىش).

**إدَّمَجَ يَدَّمِجُ إدِّمَاجًا:** بىرلەشتى، كىرىشىپ كەتتى، قوشۇلدى، ئۇيۇشتى.

**إدَّمَلَ يَدَّمِلُ إدِّمَالاً:** پۈتتى، ساقايدى.

**إدَّنَى يَدَّنِي إدِّنَاءً:** يېقىنلاشتى.

**أَدَّى يُؤَدِّي تَأْدِيَةً:** قايتۇرۇپ بەردى، ئادا قىلدى، ئورۇنلىدى.

**أَدَّى الدَّيْنَ:** قەرز تۆلىدى.

**أَدَّى الضَّرَائِبَ:** باج تاپشۇردى.

**«وَمِنْ أَهْلِ الْكِتَابِ مَنْ إنْ تَأْمَنْهُ بِقِنْطَارٍ يُؤَدِّهِ إلَيْكَ»** «قرآن» : ئەھلى كىتابتىن بەزى كىشىلەر باركى، ئۇنىڭدا كۆپ مال ئامانەت قويساڭمۇ ساڭا ئۇنى قايتۇرۇپ بېرىدۇ.

**«إنَّ اللّهَ يَأْمُرُكُمْ أَنْ تُؤَدُّوا الْأَمَانَاتِ إلَى أَهْلِهَا»** «قرآن» : شۈبھىسىزكى، ئاللاھ سىلەرنى ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا بۇيرۇيدۇ.

**أَدَّى الصَّلاَةَ:** ناماز ئوقۇدى.

**أَدَّى الشَّهَادَةَ:** گۇۋاھلىق بەردى.

**أَدَّى الْيَمِينَ:** قەسەم قىلدى.

**أَدَّى عَمَلاً:** ۋەزىپىسىنى ئادا قىلدى.

**أَدَّى غَرَضَهُ:** مەقسىتىنى بايان قىلدى، مەقسىتىنى ئورۇنلىدى.

**«أَدَّى إمْتِحَانًا شَفَوِيًّا»** : ئاغزاكى ئىمتىھان بەردى.

**أَدَّى إلَيْهِ الشَّيْءَ:** يەتكۈزۈپ بەردى.

**أَدَّى بِهِ إلَى كَذَا:** يېتەكلىدى.

**أَدَّى بِهِ إلَى الْعُزْلَةِ:** يېتىم قالدۇردى.

**«كُلُّ الطُّرُقِ تُؤَدِّي إلَى رُومَا»** : يوللارنىڭ ھەممىسى، رىمغا ئېلىپ بارىدۇ (ۋاستىلار ئېلىمۇ خىل بولسىمۇ مەقسەت ـ غايە بىردۇر) جاھاندىكى قاغىنىڭ ھەممىسى قارا.

**«هَذَا الطَّرِيقُ يُؤَدِّي بِنَا إلَى مَعْهَدِ اللُّغَاتِ»** : بۇ يول بىزنى تىل ئىنستىتۇتىغا ئېلىپ بارىدۇ.

**إدْرَاكٌ:** يېتىمەك، تاپماق، ئېرىشمەك، چۈشەنمەك، ئاقىل پىشىپ يېتىلمەك؛ قۇرامىغا يەتمەك؛ تونۇماق.

**اَلْإدْرَاكُ الْوَاعِي:** ئاڭلىق چۈشىنىش.

**سِنُّ الْإِدْرَاكِ:** بالاغەتكە يېتىش يېشى.

**اَلْإِدْرَاكُ الْحِسِّيُّ:** ھېسسىي بىلىش.

**اَلْإِدْرَاكُ الذِّهْنِيُّ:** ئەقلىي بىلىش.

**فَقْدُ الْإِدْرَاكِ:** ھوشىدىن كېتىش، دىققەتسىزلىك.

**أُدْرَةٌ، أَدَرَةٌ:** ئۇرۇقدان چۇقۇقى.

**أَدْرَجَ يُدْرِجُ إدْرَاجًا الشَّيْءَ فِي الشَّيْءِ:** كىرگۈزدى.

**«أَدْرَجَ الْمَوْضُوعَ فِي جَدْوَلِ الْأَعْمَالِ»** : ماۋزۇنى كۈنتەرتىپكە كىرگۈزدى.

**أَدْرَجَ الْمَيِّتَ فِي قَبْرِهِ:** مېيىتنى يەرلىككە قويدى، مېيىتنى دەپنە قىلدى.

**أَدْرَدُ م دَرْدَاءُ ج دُرْدٌ:** چىشى يوق، كاماك.

**أَدَرَّ يُدِرُّ إدْرَارًا الشَّخْصُ:** پايدىسى كۆپ بولدى، تەمىنلىدى.

**أَدَرَّ الدَّوَاءُ الْبَوْلَ:** دورا سۈيدۈكنى راۋان قىلدى.

**«أَدَرَّ الْغَضَبُ الْعَرَقَ عَلَى جَبِينِهِ»** : غەزەپ ئۇنىڭ پېشانىسىدىن تەر ئاققۇزۇۋەتتى.

**أَدَرَّتِ الْمَرْأَةُ الْغَزْلَ:** ئايال يىپنى قاتتىق ئەشتى، چىڭ ئېگىردى.

**أَدْرَعَ يُدْرِعُ إدْرَاعًا:** ساۋۇت كىيگۈزدى.

**أَدْرَكَ يُدْرِكُ إدْرَاكًا الصَّبِيُّ:** بالا بالاغەتكە يەتتى.

**أَدْرَكَهُ الْبَصَرُ:** ئۇنى كۆردى.

**«لاَتُدْرِكُهُ الْأَبْصَارُ وَهُوَ يُدْرِكُ الْأَبْصَارَ»** «قرآن» : كۆزلەر ئاللاھنى كۆرمەيدۇ، ئاللاھ كۆزلەرنى كۆرۈپ تۇرىدۇ.

**أَدْرَكَ عَلَيْهِ خَطَأَهُ:** ئۇنىڭ خاتالىقىنى تۈزەتتى.

**أَدْرَكَتِ الثِّمَارُ:** مېۋىلەر پىشتى.

أَدْرَكَتِ الْقِطَارَ: ئۇ ئايال پويىزغا ئۈلگۈردى.

أَدْرَكَ الْحَقِيْقَةَ: ھەقىقەتنى چۈشەندى.

«هَذِهِ هِيَ الْحَقِيْقَةُ الَّتِي يُدْرِكُهَا عَامَّةُ النَّاسِ»: بۇ ھەممە ئادەم چۈشىنىدىغان ھەقىقەت.

أَدْرَكَ الْمَعْنَى بِعَقْلِهِ: چۈشەندى.

أَدْرَكَ الشَّيْءَ بِبَصَرِهِ: كۆزى بىلەن كۆردى.

أَدْرَكَ مِنْهُ حَاجَتَهُ: مەقسىتىگە يەتتى.

«رَكَضَ وَرَاءَ الرَّجُلِ حَتَّى أَدْرَكَهُ»: كىشىنىڭ ئارقىسىدىن يېتىشىۋالغىچە يۈگۈردى.

«مَالاَ يُدْرَكُ كُلُّهُ لاَيُتْرَكُ جُلُّهُ»: ھەممىسىنى قىلالمىساڭمۇ، ئازراق بولسىمۇ قىل.

أَدْرَمُ م دَرْمَاءُ ج دُرْمٌ: چىشى چۈشۈپ كەتكەن ئادەم.

أَدْرَنَ يُدْرِنُ إِدْرَانًا: كىر بولدى، كىرلەشتى.

أَدْرَى يُدْرِي إِدْرَاءً بِكَذَا: بىلدۈردى، ئۇقتۇردى، خەۋەر قىلدى.

«وَلاَ أَدْرَاكُمْ بِهِ» «قرآن»: ئاللاھمۇ ئۇنى (مەن ئارقىلىق) سىلەرگە بىلدۈرمەس ئىدى.

«وَمَا يُدْرِيكَ لَعَلَّ السَّاعَةَ تَكُونُ قَرِيبًا» «قرآن»: سەن نېمە بىلىسەن، قىيامەت يېقىن بولۇشى مۇمكىن.

أَلَّا أَدْرِيَّةَ: بىلگىلى بولماسلىق نەزەرىيىسى.

أَدْعَجُ م دَعْجَاءُ ج دُعْجٌ: شەھلا كۆز، قارا كۆز.

لَيْلٌ أَدْعَجُ: قاراڭغۇ كېچە.

ثَوْرٌ أَدْعَجُ: قارا ئۆكۈز.

أَدْعَمُ م دَعْمَاءُ ج دُعْمٌ: كۆكرىكى ئاق ئات.

أَدْعَى يُدْعِي إِدْعَاءً إِلَى الْفَشَلِ: مەغلۇبىيەتنىڭ ئاساسلىق ئامىلى.

إِدْغَامٌ: كىرىشتۇرمەك، بىرلەشتۈرمەك؛ بىر ھەرپنى ئىككىنچى بىر ھەرپكە كىرىشتۈرۈپ ئوقۇماق.

أَدْغَلَ يُدْغِلُ إِدْغَالاً فُلاَنٌ: ئورمانلىققا كىردى.

أَدْغَلَ بِهِ: خىيانەت قىلدى، سۇيىقەست قىلدى.

أَدْغَمَ يُدْغِمُ إِدْغَامًا الْقَارِئُ الْحَرْفَ فِي الْحَرْفِ: قارى ھەرپنى ھەرپكە كىرىشتۈرۈپ ئوقۇدى، ئىدغام بىلەن ئوقۇدى.

أَدْفَأَ يُدْفِئُ إِدْفَاءً الثَّوْبُ: ئىسسىتتى.

أَدْفَرُ م دَفْرَاءُ ج دُفْرٌ: بەد بۇي، سېسىق.

أَدْقَعَ يُدْقِعُ إِدْقَاعًا الشَّخْصُ: نامراتلاشتى، كەمبەغەللەشتى.

أَدَقَّ يُدِقُّ إِدْقَاقًا فِي عَمَلِهِ: ئىنچىكە ئىشلىدى، ئەستايىدىل ئىشلىدى.

أَدَقَّ النَّظَرَ فِي الْأَمْرِ: قاراپ چىقتى، بىر - بىرلەپ كۆزدىن كۆچۈردى.

أَدَقَّ الْبَحْثَ فِي: تەكشۈرۈپ تەتقىق قىلدى، تەھلىل قىلدى، ئىزدەندى.

أَدَقَّ النَّظَرَ فِي الْأَمْرِ: قاراپ چىقتى، بىر - بىرلەپ كۆزدىن كەچۈردى.

أَدْكَنُ م دَكْنَاءُ ج دُكْنٌ: قارىغا مايىل، قارامتۇل.

أَدْلَجَ يُدْلِجُ إِدْلاَجًا: كېچىسى يۈرۈش قىلدى، كېچىنىڭ ئاخىرىدا يۈرۈش قىلدى.

أَدْلَعَ يُدْلِعُ إِدْلاَعًا: تىلىنى چىقاردى.

أَدْلَقَ يُدْلِقُ إِدْلاَقًا الْكِبَرُ: قېرىلىق ئۇنىڭ قەددىمنى قىسقارتىۋەتتى.

أَدَلَّ يُدِلُّ إِدْلاَلاً عَلَيْهِ: ھاياسىزلىق قىلدى، ئەدەپسىزلىك قىلدى.

أَدَلَّ بِفَضْلِهِ أَوْ شَجَاعَتِهِ: پەزىلىتى ياكى قەھرىمانلىقى بىلەن پەخىرلەندى.

إِدْلَهَمَّ يَدْلَهِمُّ إِدْلِهْمَامًا اللَّيْلُ: كېچە قاراڭغۇلاشتى، قاراڭغۇ چۈشتى.

إِدْلَهَمَّ الْمَكَانُ: غۇۋا كۆرۈندى، تۇتۇق كۆرۈندى.

أَدْلَى يُدْلِي إِدْلاَءً الشَّخْصُ الدَّلْوَ: قۇدۇققا ساڭگىلاتتى، سوغىنى قۇدۇققا سالدى.

«فَأَرْسَلُوا وَارِدَهُمْ فَأَدْلَى دَلْوَهُ» «قرآن»: ئۇلار سۇچىسىنى ئەۋەتتى، ئۇ سوغىسىنى قۇدۇققا تاشلىدى.

أَدْلَى إِلَى فُلاَنٍ بِرَحْمٍ: نەسەبى تۇتاشتى، تۇغقان بولدى.

أَدْلَى فِي فُلاَنٍ: سەت گەپ قىلدى.

أَدْلَى بِتَصْرِيحٍ: پىكىر بايان قىلدى.

«أَدْلَى رَئِيسُ الْوُزَرَاءِ بِتَصْرِيحٍ لِلصَّحَفِيِّينَ قَالَ فِيهِ...»: باش مىنىستىر مۇخبىرلارغا سۆھبەت بايان قىلىپ... دېدى.

أَدْلَى بِمَالِ فُلَانٍ إِلَى الْحُكَّامِ: پارا بەردى.

«وَ لَا تَأْكُلُوا أَمْوَالَكُمْ بِالْبَاطِلِ وَتُدْلُوا بِهَا إِلَى الْحُكَّامِ» ‹قۇرئان›: بىر - بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى ناھەق يەۋالماڭلار، ھاكىملارغا پارا بەرمەڭلار.

أَدْلَى بِشَهَادَتِهِ: ئىسپاتلىدى.

أَدْلَى بِدَلْوِهِ فِي الدِّلَاءِ: پىكىر بىلەن ھەمسە قوشتى.

أَدْلَى إِلَيْنَا بِمَا يَأْتِي: ئۇ بىزگە تۆۋەندىكى بىرقانچە نۇقتىنى بايان قىلدى.

أَدْلَى بِحَدِيثِهِ: سۆھبەت ئېلان قىلدى.

أَدْلَى بِرَأْيِهِ: پىكىر بايان قىلدى.

أَدْلَى بِفُلَانٍ إِلَيْكَ: شاپائەت تەلەپ قىلدى.

أَدْلَى بِالْاِعْتِرَافَاتِ: ئىقرار قىلدى.

أَدْلَى بِحُجَّتِهِ: پاكىتنى ئاشكارىلىدى، پاكىتنى ئايدىڭلاشتۇردى.

أَدَمَ يَأْدِمُ أَدْمًا الْخُبْزَ: نانغا تەم تەڭشىگۈچ ئارىلاشتۇردى.

أَدَمٌ. أَدَمَةٌ: تېرە.

أُدْمٌ: تەم تەڭشىگۈچ، تېتىتقۇ.

أُدْمَةٌ: قوڭۇر رەڭ.

أَدْمَجَ يُدْمِجُ إِدْمَاجًا الْحَبْلَ: ئارغامچىنى پىششىق ئەشتى، پۇختا ئەشتى.

أَدْمَجَ الشَّيْءَ فِي الشَّيْءِ: نەرسىنى نەرسىگە كىرىشتۈردى، كىرگۈزدى.

أَدْمَجَ الْكَلَامَ: سۆزنى تۈزەتتى، سۆزنى ئوڭشىمىدى.

أَدْمَعَ يُدْمِعُ إِدْمَاعًا الْإِنَاءَ: قاچىنى تولدۇردى.

أَدْمَعَهُ: ئۇنىڭ قايغۇسىنى قوزغىدى.

أَدْمَعَ عَيْنَهُ: يىغىسىنى كەلتۈردى، يىغلاتتى.

إِدْمَانٌ: ئىنتىزارلىق، تەشنالىق.

أَدَمَّ يُدِمُّ إِدْمَامًا الشَّخْصُ: سەت بالا تۇغدى؛ يامان ئىش قىلدى.

أَدْمَنَ يُدْمِنُ إِدْمَانًا الشَّيْءَ أَوْعَلَى الشَّيْءِ: بېرىلىپ كەتتى، چۆكۈپ كەتتى، كەينىگە كىرىپ كەتتى، ئايرىلالمايدىغان بولۇپ كەتتى.

أَدْمَنَ الْمُسْكِرَاتِ. أَدْمَنَ شُرْبَ الْخَمْرَةِ: ھاراقتا بېرىلىپ كەتتى، پىيەنچۈك بولۇپ كەتتى.

أَدْمَى يُدْمِي إِدْمَاءً الْجُرْحَ: جاراھەتتىن قان چىقاردى، يارىدىن قان ئاققۇزدى.

أَدْنَفَ يُدْنِفُ إِدْنَافًا الْمَرَضُ: كېسەل ئۇنى ھالسىزلاندۇردى، كېسەل ھالىدىن كەتكۈزۈۋەتتى.

أَدْنَفَتِ الشَّمْسُ: زاۋال ۋاقتى بولدى.

أَدَنَّ يُدِنُّ إِدْنَانًا بِالْمَكَانِ: ئولتۇراقلاشتى، تۇرۇپ قالدى، ماكانلاشتى.

أَدْنَى يُدْنِي إِدْنَاءً الشَّيْءَ: يېقىنلاشتۇردى.

أَدْنَى الْجِلْبَابَ: يۆركەنجە بىلەن يۆركۈنۇۋالدى، يۆركەنجىنى يېپىنىۋالدى.

«قُلْ لِأَزْوَاجِكَ وَبَنَاتِكَ وَنِسَاءِ الْمُؤْمِنِينَ يُدْنِينَ عَلَيْهِنَّ مِنْ جَلَابِيبِهِنَّ» ‹قۇرئان›: ئاياللىرىڭغا، قىزلىرىڭغا ۋە مۆمىنلەرنىڭ ئاياللىرىغا ئېيتقىنكى، يۆركەنجى بىلەن بەدىنىنى ئورىۋالسۇن.

أَدْنَى الْحَاكِمُ مَجْلِسَ فُلَانٍ: ھاكىم ئۇنى قارشى ئالدى، ھاكىم ئۇنى ئالقىشلىدى، ھاكىم ئۇنى ھۆرمەتلىدى، ھاكىم ئۇنى كۆتۈۋالدى.

أَدْنَى ج دُنًى: ئەڭ يېقىن، ئەڭ تۆۋەن، ئەڭ ئەقەللى.

«قَالَ أَتَسْتَبْدِلُونَ الَّذِي هُوَ أَدْنَى بِالَّذِي هُوَ خَيْرٌ» ‹قۇرئان›: مۇسا: «سىلەر ياخشىنى ناچارغا تېگىشمەسىلەر؟» دېدى.

اَلْحَدُّ الْأَدْنَى: ئەڭ تۆۋەن چەك بويىچە، ئەڭ بولمىغاندا، ھېچ بولمىغاندا.

اَلشَّرْقُ الْأَدْنَى: يېقىن شەرق.

اَلْمَغْرِبُ الْأَدْنَى: ئالجىرىيە.

أَدْنَاهُ: تۆۋەندىكىچە، تۆۋەندىكىدەك.

إِدْهَامَّ يَدْهَامُّ إِدْهِيمَامًا الشَّيْءُ: نەرسە قارايدى.

أَدْهَشَ يُدْهِشُ إِدْهَاشًا ـــ هُ الْأَمْرُ: ھەيران قالدۇردى، ھاڭ - تاڭ قالدۇردى، چۆچۈتتى، چاقناتتى، قاماشتۇردى.

«أَدْهَشَهُ أَنْ يَسْمَعَ ذَلِكَ» : بۇنى ئاڭلاپ ھاڭ - تاڭ قالدى.

«فِي مِصْرَ مِنَ الآثَارِ مَا يُدْهِشُ الأَبْصَارَ»: مىسىردا كۆزلەرنى چاقنىتىدىغان قەدىمىي ئاسار ئەتىقىلەر بار.

أَدْهَقَ يُدْهِقُ إِدْهَاقًا الْكَأْسَ: قەدەھنى تولدۇردى.

أَدْهَمُ ج أَدَاهِمُ: ئىشكەل، كىشەن.

«أَوْعَدَهُ بِالسِّجْنِ وَالأَدَاهِمِ»: ئۇنىڭغا تۈرمە ۋە كىشەنلەر بىلەن تەھدىت سالدى.

أَدْهَمُ م دَهْمَاءُ ج دُهْمٌ: قارا، قاپقارا، تۇم قارا.

فَرَسٌ أَدْهَمُ: قارا ئات.

إِدْهَمَّ يَدْهَمُّ إِدْهِمَامًا الشَّيْءُ: قارايدى.

أَدْهَنَ يُدْهِنُ إِدْهَانًا الشَّخْصَ: ئالا كۆڭۈللۈك قىلدى، ئالدامچىلىق قىلدى.

«وَدُّوا لَوْ تُدْهِنُ فَيُدْهِنُونَ» (قرآن): ئۇلار سېنىڭ (ئۇلارغا بىلەن) مادارا قىلىشىڭنى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭمۇ (سەن بىلەن) مادارا قىلىشىنى ئارزۇ قىلىدۇ.

أَدْهَى م دَهْيَاءُ: ئەڭ يامان، قورقۇنچلۇق.

أَدِيبٌ ج أُدَبَاءُ: ئەدىب، ئەدەبىياتشۇناس، ئەدەبىياتچى، يازغۇچى.

أَدِيمٌ ج أُدُمٌ: ئەيلەنگەن تېرە.

أَدِيمُ الأَرْضِ: يەر يۈزى، يەر پوستى.

أَدِيمُ السَّمَاءِ: ئاسمان، ھاۋا بوشلۇقى.

أَدِيمُ اللَّيْلِ: كېچە قاراڭغۇسى.

أَدِيمُ النَّهَارِ: كۈندۈزنىڭ يورۇقلۇقى، كۈن بويى.

إِذْ: 1. ئاشۇ چاغ، شۇ چاغدا، ئۆز ۋاقتىدا.

«فَقَدْ نَصَرَهُ اللّٰهُ إِذْ أَخْرَجَهُ الَّذِينَ كَفَرُوا» (قرآن): ئاللاھ ھەقىقەتەن ئۇنىڭغا ياردەم قىلغانىدى، ئۆز ۋاقتىدا كۇففارلار ئۇنى ھەيدەپ چىقارغانىدى.

إِذْ: 2. ئۆتكەن زاماننى بىلدۈرىدىغان ۋاقىت تولدۇرغۇچىسى بولۇپ ... چاغدا، (قىلغان) دا، (ئەتكەن) دە مەنىسىدە كېلىدۇ.

«اِنْتَصَرَتْ ثَوْرَةُ الشَّعْبِ إِذْ قَادَهَا زَعِيمُ الشَّعْبِ»: خەلق داھىيسى يېتەكچىلىك قىلغان چاغدا خەلق ئىنقىلابى غەلىبە قىلدى.

«لَمْ يَسْتَطِعِ السَّفَرَ إِذْ أُصِيبَ بِمَرَضٍ مُفَاجِئٍ»: تۇيۇقسىز كېسەل بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن سەپەرگە چىقالمىدى. تۇساتتىن كېسەل بولۇپ قالغاچقا سەپەر قىلالمىدى (ئۇشتۇمتۇت، تۇساتتىن دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ. «بينا» ياكى «بينما» دىن كېيىن قوللىنىلىدۇ).

«بَيْنَمَا أَنَا سَائِرٌ إِذْ هَطَلَ الْمَطَرُ»: كېتىپ بارسام ئۇشتۇمتۇت يامغۇر يېغىپ كەتتى.

«بَيْنَمَا أَنَا جَالِسٌ فِي الْمَطْعَمِ إِذْ حَضَرَ صَدِيقِي»: مەن ئاشخانىدا ئولتۇراتتىم، ئۇشتۇمتۇت دوستۇم كېلىپ قالدى.

إِذْ ذَاكَ: شۇ چاغدا، ئۆز ۋاقتىدا، ئەينى زاماندا.

«مَا كَانَ الْعِلْمُ رَاقِيًا إِذْ ذَاكَ»: شۇ چاغدا ئىلىم ـ پەن تەرەققىي قىلمىغانىدى.

إِذْمَا: شەرت قوشۇمچىسى بولۇپ، «إن» غا ئوخشاش ئەگەر مەنىسىدە كېلىدۇ.

«إِذْمَا تَأْتِ تَجِدْ مَا يَسُرُّكَ»: سەن كەلسەڭلا، سېنى خۇشاللاندۇرىدىغان نەرسىلەرنى كۆرىسەن.

إِذَا: كەلگۈسى زامان ۋاقىت تولدۇرغۇچىسى بولۇپ شەرت مەنىسىنى ئىپادىلەيدۇ.

«إِذَا أَرَدْتَ إِصْلَاحَ النَّاسِ فَابْدَأْ بِنَفْسِكَ»: كىشىلەرنى تۈزىمەن دېسەڭ، ئالدى بىلەن ئۆزۈڭدىن باشلىغىن، جۈملە ئىسمىنىڭ ئالدىدا كېلىپ، ئۇشتۇمتۇت، تۇساتتىن دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ.

«خَرَجْتُ فَإِذَا الْمَطَرُ، بِالْمَطَرِ، يَهْطِلُ غَزِيرًا»: سىرتقا چىقتىم، ئۇشتۇمتۇت يامغۇر قۇيۇۋەتتى.

إِذًا: ئۇنداقتا، ئەمىسە، ئۇ ھالدا مەنىلىرىدە كېلىدۇ.

أَذَابَ يُذِيبُ إِذَابَةً الشَّيْءَ: نەرسىنى ئېرىتتى.

أَذَابَ الثُّلُوجَ بَيْنَهُمَا: ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپنى تۈگەتتى.

أَذَابَهُ الْهَمُّ: ئورۇقلىتىۋەتتى.

إِذَابَةٌ: ئېرىتمەك.

أَذَاةٌ: زىيان ـ زەخمەت، ئازار، ئەزىيەت.

أَذَاعَ يُذِيعُ إِذَاعَةً بِهِ: تارقاتتى؛ ئاڭلاتتى؛ ئاشكا-

را قىلدى، پاش قىلدى.

**«وَإِذَا جَاءَهُمْ أَمْرٌ مِنَ الْأَمْنِ أَوِ الْخَوْفِ أَذَاعُوْا بِهِ»** «قۇرئان»: (مۆمىنلەرگە ئائىت) ئامانلىق ياكى قورقۇنچنىڭ بىرەر خەۋىرى ئۇلارغا (يەنى مۇناپىقلارغا) يەتسە، ئۇنى تارقىتىدۇ.

**أَذَاعَ الْحَدِيْثَ أَوْ النَّشْرَةَ أَوِ الْأُغْنِيَةَ:** سۆز ياكى خەۋەر تارقاتتى، ياكى ناخشا ئاڭلاتتى.

**أَذَاعَ السِّرَّ:** سىرنى پاش قىلدى، ئاشكارىلىدى.

**«أُذِيْعَتْ هَذِهِ الْمَقَالَةُ الْإِفْتِتَاحِيَّةُ الْهَامَّةُ ثَلَاثَ مَرَّاتٍ مُتَتَابِعَةٍ»**: بۇ مۇھىم باش ماقالە ئارقىمۇ ـ ئارقا ئۈچ قېتىم ئاڭلىتىلدى.

**إِذَاعَةٌ:** ئېلان قىلماق، جاكارلىماق.

**إِذَاعَةُ الْأَخْبَارِ بِاللَّاسِلْكِيِّ:** رادىئو ئاڭلاتماق.

**اَلْإِذَاعَةُ الْمَسْمُوعَةُ:** رادىئو.

**دَارُ الْإِذَاعَةِ:** رادىئو ئىستانسىسى.

**مَحَطَّةُ الْإِذَاعَةِ:** رادىئو ئىستانسىسى.

**مَحَطَّةُ إِذَاعَةِ اللَّاسِلْكِيِّ:** رادىئو ئىستانسىسى.

**اَلْإِذَاعَةُ الْمَرْئِيَّةُ:** تېلېۋىزور.

**أَذَاقَ يُذِيقُ إِذَاقَةً الشَّيْءَ:** نەرسىنى تېتىتقۇزدى.

**«أَوْيَلْبِسَكُمْ شِيَعًا وَيُذِيْقَ بَعْضَكُمْ بَأْسَ بَعْضٍ»** «قۇرئان»: ياكى سىلەرنى پىرقىلەر قىلىپ، ئارىلاشتۇرۇپ (يەنى ئۇرۇشقا سېلىپ) بىرىڭلارغا بىرىڭلارنىڭ ئازابىنى تېتىتىشقا قادىردۇر.

**«لَهُ فِي الدُّنْيَا خِزْيٌ وَ نُذِيْقُهُ يَوْمَ الْقِيَامَةِ عَذَابَ الْحَرِيْقِ»** «قۇرئان»: ئۇ دۇنيادا خارلىققا دۇچار بولىدۇ، ئاخىرەتتە ئۇنىڭغا كۆيدۈرگۈچى (ئوتنىڭ) ئازابىنى تېتىتىمىز.

**أَذَاقَهُ الْعَذَابَ:** ئۇنى ئازاب تارتقۇزدى، جاپا چەككۈزدى.

**أَذَاقَهُ الْأَمَرَّيْنِ:** ئۇنىڭغا قاتتىق ئەزىيەت يەتكۈزدى.

**أَذَالَ يُذِيلُ إِذَالَةً الْمَرْأَةُ الْقَمِيْصَ:** كۆڭلەكنىڭ ئېتىكىنى ئۇزۇن قىلدى.

**أَذَالَ مَالَهُ:** پۇل ـ مېلىنى كەڭ قوللۇق بىلەن خەجلىدى.

**أَذَالَ الشَّخْصُ خَادِمَهُ:** خورلىدى.

**أَذَانٌ:** ئەزان؛ ئۇقتۇرماق، ئېلان.

**«وَأَذَانٌ مِنَ اللّٰهِ وَرَسُوْلِهِ إِلَى النَّاسِ يَوْمَ الْحَجِّ الْأَكْبَرِ»** «قۇرئان»: (بۇ) چوڭ ھەج كۈنىدە ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى تەرىپىدىن كىشىلەرگە چىقىرىلغان ئېلاندۇر.

**أَذَانَانِ:** ئەزان بىلەن ئىقامەت.

**أَذْأَبَ يُذْئِبُ إِذْآبًا الشَّخْصُ:** بۆرىدىن چۆچىدى.

**أَذْأَبَتِ الْأَرْضُ:** بۆرىلەر پەيدا بولدى، بۆرىلىك بولۇپ كەتتى.

**أَذْأَبَتِ الْمَرْأَةُ طِفْلَتَهَا:** ئايال قىزىغا ماڭلاي چاچ قويدى.

**أَذْبَلَ يُذْبِلُ إِذْبَالًا ـــ هُ الْمَرَضُ:** كېسەل ئۇنى ھالسىزلاندۇردى.

**إِذْخِرٌ ج أَذَاخِرُ:** قەغەزگۈل.

**إِدِّخَارٌ:** جۇغلانما، زاپاس؛ ساقلىماق، غەملىمەك، قۇرامىساق قىلماق.

**شَهَادَاتُ إِدِّخَارٍ:** زايوم.

**إِدَّخَرَ يَدَّخِرُ إِدِّخَارًا الشَّخْصُ الْمَالَ:** ئۇ مالنى ساقلاپ قويدى، ئۇ مالنى زاپاس قىلىپ ساقلىدى؛ ئۇ مالنى يىغدى، ئۇ مالنى توپلىدى، ئۇ مالنى قۇرامىساق قىلىپ قويدى.

**«لَايَدَّخِرُ وُسْعًا»**: قولىدىن كېلىشىچە ھەممىنى قىلدى.

**إِدَّكَرَ يَدَّكِرُ إِدِّكَارًا:** ئەسلىدى، ياد ئەتتى.

**إِدَّكَرَ الشَّخْصُ الْمَوْعِدَ:** ۋەدىسىنى ئەسلىدى، ۋەدىسىنى ياد ئەتتى.

**أَذَّنَ يُؤَذِّنُ تَأْذِيْنًا:** چاقىردى، ئۇقتۇردى، خەۋەر قىلدى؛ ئەزان ئېيتتى.

**أَذَّنَ بِالصَّلَاةِ:** نامازغا ئەزان توۋلىدى.

**«وَأَذِّنْ فِي النَّاسِ بِالْحَجِّ يَأْتُوكَ رِجَالًا وَعَلَى كُلِّ ضَامِرٍ»** «قۇرئان»: كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا ھەجگە چاقىرىپ نىدا قىلغىن، ئۇلار پىيادە ۋە ئورۇق تۆگىلەرگە مىنىپ كېلىدۇ.

**أَذْرَأُ م ذَرْآءُ ج ذُرْءٌ:** چېكىسىگە ئاق كىرگەن ئادەم.

**أَذْرَأَ يُذْرِئُ إِذْرَاءً:** قورقتى، غەزەپلەندى.

أَذْرَأَ الدَّمْعَ: ياش تۆككۈزدى، ياش ئاققۇزدى.

أَزْرَأَتِ النَّاقَةُ: تۆگە سۈت بەردى.

أَذْرَعَ يُذْرِعُ إِذْرَاعًا: غۇلاچلىدى، قۇچاقلىدى.

أَذْرَعَ فِي كَلَامِهِ: كۆپ گەپ قىلدى.

أَذْرَى يُذْرِي إِذْرَاءً الرِّيْحُ التُّرَابَ: شامال چاڭ توزۇتتى، شامال توپا چىقاردى، شامال توپا توزۇتمۇەتتى.

أَذْرَى الرَّجُلُ الْحَبَّ لِلدَّجَاجِ: توخۇغا دان چاچتى.

أَذْرَتِ الْعَيْنُ الدَّمْعَ: ياش تۆكتى.

أَذْعَرَ يُذْعِرُ إِذْعَارًا ــ هُ الْإِنْفِجَارُ: پارتلىتىش ئۇنى قورقۇتتى، ئۇنىڭغا تەھدىت سالدى.

أَذْعَقَ يُذْعِقُ إِذْعَاقًا: تېز قەتلى قىلدى.

أَذْعَنَ يُذْعِنُ إِذْعَانًا لَهُ: بويسۇندى، ئىتائەت قىلدى، باش ئەگدى.

أَذْعَنَ لِرَأْيِهِ: گەپ ئاڭلىدى، پىكىرگە بويسۇندى.

أَذْعَنَ الْمَدِيْنُ بِالْحَقِّ: قەرزدار ئىقرار قىلدى.

أَذْعَنَ بِالْحَقِّ: ھەقنى (ھەقىقەتنى) ئېتىراپ قىلدى.

أَذْقَنُ م ذَقْنَاءُ ج ذُقْنٌ: ئېڭىكى ئۇزۇن ئادەم.

أَذْكَرَ يُذْكِرُ إِذْكَارًا حَقَّهُ: ئۇنىڭ ھەققىنى ئەسلەتتى.

أَذْكَرَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال ئوغۇل تۇغدى.

«أَذْكَرْتِ وَأَيْسَرْتِ»: ئوغۇل تۇغۇپ خۇشال بولغايسەن (ئېغىر ئاياغقا ئېيتىلىدىغان سۆز).

أَذْكَى يُذْكِي إِذْكَاءً النَّارَ: ئوت ياقتى.

أَزْكَى الْحَرْبَ: ئۇرۇشنى قوزغىدى.

أَذْكَى مُسَدَّسًا: تاپانچا ئاتتى.

أَذْكَى عَلَيْهِمُ الْعُيُونَ: ئۇلارغا جاسۇسلارنى تاراتتى.

أَذَلَّ يُذِلُّ إِذْلَالًا عَدُوَّهُ: دۈشمىنىنى مەغلۇپ قىلدى، خار قىلدى، خورلىدى.

«وَتُعِزُّمَنْ تَشَاءُوَتُذِلُّ مَنْ تَشَاءُ» «قرآن»: خالىغان ئادەمنى ئەزىز قىلىسەن، خالىغان ئادەمنى خار قىلىسەن.

أَذِنَ يَأْذَنُ أَذَنًا إِلَيْهِ: قۇلاق سالدى، زەن قويۇپ ئاڭلىدى.

أَذِنَ يَأْذَنُ إِذْنًا وأَذِيْنًا لَهُ فِي الشَّيْءِ: رۇخسەت قىلدى، ئىجازەت بەردى.

«فَلَنْ أَبْرَحَ الْأَرْضَ حَتَّى يَأْذَنَ لِيْ أَبِيْ أَوْيَحْكُمَ اللّٰهُ لِي» «قرآن»: ئاتام ماڭا رۇخسەت قىلمىغىچە ياكى ئاللاھ مەن ئۈچۈن ھۆكۈم چىقارمىغىچە بۇ يەردىن ھەرگىز ئايرىلمايمەن.

«طَلَبَ الْمُوَظَّفُ مِنْ مُدِيْرِهِ أَنْ يَأْذَنَ لَهُ بِالتَّغَيُّبِ لِمُدَّةِ أُسْبُوعٍ»: خىزمەتچى بىر ھەپتە خىزمەتكە قاتنىشالمايدىغانلىقى توغرىسىدا رۇخسەت قىلىشنى مۇدىردىن تەلەپ قىلدى.

أَذِنَ الشَّمْسُ بِالْغُرُوبِ: قۇياش پاتاي دەپ قالدى.

إِذَنْ: ئەمىسە، ئۇنداقتا، ئۇھالدا مەنىلىرىدە كېلىدۇ.

سَأَزُوْرُكَ، إِذَنْ أَنْتَظِرُكَ: سىزنى يوقلايمەن، ئۇنداقتا سىزنى كۈتىمەن.

إِذْنٌ: رۇخسەت قىلماق، ئىجازەت بەرمەك، ئىجازەت؛ قۇلاق سالماق، بىلمەك.

بِإِذْنِ اللّٰهِ: ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن، خۇدا بۇيرۇسا.

جَعَلْتُ ذٰلِكَ بِإِذْنِهِ: ئۇنىڭ رۇخسىتى بىلەن قىلاي.

«سَأَرَاكَ غَدًا بِإِذْنِ اللّٰهِ»: خۇدا خالىسا سىزنى ئەتە كۆرىمەن.

إِذْنٌ ج أُذُونٌ ج أُذُونَاتٌ: چەك، ھۆججەت، ۋېكسىل.

إِذْنُ الْبَرِيْدِ: پوچتا پېرېۋوت چېكى.

إِذْنُ الصَّرْفِ: چەك، پۇل چېكى.

إِذْنٌ بِالْخُرُوْجِ: چىقىش رۇخسىتى.

إِذْنُ إِقَامَةٍ: تۇرۇش رۇخسىتى.

إِذْنُ الطَّبْعِ: نەشر قىلىش رۇخسىتى.

عَنْ إِذْنِكَ: كەچۈرۈڭ، رۇخسەت قىلغايسىز.

أُذُنٌ ج آذَانٌ: قۇلاق؛ تۇتقۇچ.

«لِنَجْعَلَهَا لَكُمْ تَذْكِرَةً وَتَعِيَهَا أُذُنٌ وَاعِيَةٌ»

‹قۇرئان›: سىلەرگە ئۇنى ئىبرەت قىلىش ئۈچۈن، تۇتىۋالىدىغان قۇلاقلارنىڭ ئۇنى تۇتىۋېلىشى ئۈچۈن بىز شۇنداق قىلدۇق.

«وَيَقُولُونَ هُوَأُذُنٌ قُلْ أُذُنُخَيْرٍ لَكُمْ» ‹قۇرئان›: ئۇلار (پەيغەمبەرنى) «ئاڭلىغان نەرسىنىڭ ھەممىسىگە ئىشىنىدۇ» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، (دۇرۇس، ئۇ) سىلەرگە پايدىلىق سۆزلەرنى ئاڭلاپ ئىشىنىدۇ.

طَبَلَةُ الْأُذُنِ: قۇلاق پەردىسى.

«غَرِقَ فِي الدَّيْنِ حَتَّى الْأُذُنَ»: قەرزگە بوغۇلۇپ كەتتى.

«كُلِّي الْأُذُنُ صَاغِيَةٌ»: قۇلىقىم سىزدە، دىققەت بىلەن ئاڭلاۋاتىمەن.

أُذُنُ الْحَائِطِ: ئوغرىلىقچە ئاڭلىغۇچى.

أُذُنُ الْقِدْرِ: تىرناق گۆشى.

أُذُنُ الْإِبْرِيقِ: چۆگۈننىڭ تۇتقۇچى.

آذَانُ الدُّبِّ: نورۇزگۈل.

آذَانُ الْفَأْرِ: بوتا كۆز (گۈل).

آذَانُ الْفَأْرِ الْجَبَلِيِّ: ياۋا بوتا كۆز (ئۆسۈملۈك).

آذَانُ الْحِيطَانِ: تامنىڭ قۇلىقى (سۇخەنچى).

أَذْنَبَ يُذْنِبُ إِذْنَابًا الْعَبْدُ: بەندە گۇناھ قىلدى.

أَذْنَبَ الْمُتَّهَمُ: قارىلانغان ئادەم جىنايەت ئۆتكۈزدى.

«وَجَدَ الْقَاضِي الْمُتَّهَمَ مُذْنِبًا فَحَكَمَ عَلَيْهِ بِالسِّجْنِ»: سودىيە قارىلانغان ئادەمنى گۇناھكار ھېسابلاپ تۈرمىگە ھۆكۈم قىلدى.

أَذَنَةٌ: يان يوپۇرماق.

أُذُنِيٌّ: قۇلاققا خاس، قۇلاق بىلەن مۇناسىۋەتلىك.

أَذْهَبَ يُذْهِبُ إِذْهَابًا الشَّيْءَ: بىكار قىلىۋەتتى، زايا قىلىۋەتتى، كەتكۈزىۋەتتى.

«اَلْحَمْدُ لِلّٰهِ الَّذِيأَذْهَبَ عَنَّاالْحَزَنَ» ‹قۇرئان›: جىمى ھەمدۇ سانا بىزدىن غەم - قايغۇنى كەتكۈزىۋەتكەن ئاللاھقا مەنسۇپتۇر.

«إِنَّ الْحَسَنَاتِ يُذْهِبْنَ السَّيِّئَاتِ» ‹قۇرئان›: شۈبھىسىزكى، ياخشى ئىشلار ئارقىلىق يامان ئىشلار يۇيۇلىدۇ.

أَذْهَبَ عَنْهُ الْهَمَّ: ئۇنىڭدىن غەمنى كۆتۈرىۋەتتى.

أَذْهَلَ يُذْهِلُ إِذْهَالاً الْأَمْرُ عَنْ كَذَا: ئۇنتۇلدۇردى، غەپلەتتە قالدۇردى، بىپەرۋا قالدۇردى.

أَذْهَلَهُ: دېمىقاتتۇزدى، دېمىقىمغان ھالدا قالدۇردى، تېڭىرقىغان ھالدا قالدۇردى.

أَذْوَى يُذْوِي إِذْوَاءً ـ هُ الْحَرُّ وَ الْعَطَشُ: ئۇنى ئىسسىق ياكى ئۇسسۇزلۇق قۇرۇتىۋەتتى، سولاشتۇرىۋەتتى.

أَذِيَ يَأْذِي أَذًى وَأَذَاةً: ئەزىيەت يەتكۈزدى، زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزدى.

أَذًى: زىيان ـ زەخمەت، ئازار، ئەزىيەت.

«قَوْلٌ مَعْرُوفٌ وَمَغْفِرَةٌ خَيْرٌ مِنْ صَدَقَةٍ يَتْبَعُهَا أَذًى» ‹قۇرئان›: ياخشى سۆز ۋە كەچۈرۈم قىلىش ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان سەدىقىدىن ئەۋزەلدۇر.

أُذَيْنُ الْقَلْبِ: يۈرەك قېرىنچىسى.

أُذَيْنَةٌ ج أُذَيْنَاتٌ: كىچىك قۇلاق (تىگشاش ئەسۋابى).

أَذِيَّةٌ: زىيان ـ زەخمەت، ئازار، ئەزىيەت.

أَرَابَ يُرِيبُ إِرَابَةً: شەك قىلدۇردى، گۇمانغا تاشلىدى، شۈبھىلەندى.

أَرَابَ الشَّخْصُ: گۇمان قىلدى، شەكلەندى، گۇمانلاندى.

أَرَابَ اللَّبَنُ: سۈت ئۇيۇتتى.

«أَرَابَنِي مِنْهُ أَمْرٌ»: ئۇنىڭ بىر ئىشى مېنى گۇمانلاندۇرۇپ قويدى.

أَرَابَهُ الْأَمْرُ: شەك چۈشۈردى، گۇمان تۇرغۇزدى.

«يُرِيبُنِي مَا يُرِيبُهَا» ‹حدىث›: ئۇنى گۇمانغا تاشلىغان نەرسە مېنىمۇ گۇمانغا تاشلايدۇ.

أَرَابَهُ الشَّيْءُ: ئەنسىرەتتى، چۆچۈتتى، بىئارام قىلدى، تەشۋىشلەندۈردى.

أَرَابَ بَيْنَهُمْ: ئۇلارنىڭ ئارىسىغا ئىناقلىق سالدى.

أَرَاثَ يُرِيثُ إِرَاثَةً: سۇسلاشتۇردى، ئاستىلاتتى.

أَرَاجِيفُ: ئويدۇرما خەۋەرلەر، سۆز ـ چۆچەكلەر.

أَرَاجِيلُ: ئوۋچى.

أَرَاحَ يُرِيحُ إِرَاحَةً الشَّخْصُ: ئارام ئالدى، ئىستىد-

راھەت قىلدى.

**أَرَاحَ:** كەچكە داخىل بولدى؛ ئۆلدى؛ نەپەس ئالدى.

**«وَلَكُمْ فِيهَا جَمَالٌ حِيْنَ تُرِيْحُونَ وَحِينَ تَسْرَحُونَ»** «قۇرئان» : ئۇلارنى كەچتە ئوتلاقتىن قايتۇرۇپ كەلگەن ۋە ئەتىگەندە ئوتلاقتا ئېلىپ چىققان ۋاقىتلىرىڭلاردا، چارۋا - ماللار سىلەرگە زىننەت بولۇپ خۇشاللىق بېغىشلايدۇ.

**أَرَاحَ الشَّيْءَ:** پۇراپ قالدى، سېسىپ قالدى.

**أَرَاحَ عَنْ:** ئۇنى . . . دىن قۇتۇلدۇردى.

**أَرَاحَهُ:** ئۇنى ئارام ئالدۇردى، ئۇنى راھەتلەندۈردى.

**أَرَاحَ رَأْسَهُ عَلَى:** . . . نىڭ ئۈستىگە بېشىنى قويدى.

**أَرَاحَ نَفْسَهُ:** ئۆزىنى راھەتلەندۈردى.

**أَرَاحَ ضَمِيْرَهُ:** ۋىجدانىنى ئارام تاپقۇزدى.

**أَرَاحَ أَعْصَابَهُ:** نېرۋىسىنى تىنجىتتى.

**أَرَاحَ عَيْنَيْهِ:** كۆزىنى دەم ئالدۇردى.

**أَرَاحَ إِبِلَهُ:** تۆگىلىرىنى كەچتە ئوتلاقتىن قايتۇرۇپ كەلدى.

**أَرَاحَ فُلَانٌ:** ئۆلدى.

**«أَرَاحَ فَأَرَاحَ»** : ئۇ ئۆلۈپ ئۆزىمۇ، باشقىلارمۇ ئارام تاپتى.

**إِرَاحَةٌ:** قۇتۇلدۇرماق؛ كۆڭلىنى ياسىماق، كۆڭلىنى ئالماق؛ ئارام ئالدۇرماق.

**أَرَادَ يُرِيدُ إِرَادَةً الشَّيْءَ:** خالىدى، ئارزۇ قىلدى، تاللىدى، قىلماقچى بولدى.

**«إِنَّمَا أَمْرُهُ إِذَا أَرَادَ شَيْئًا أَنْ يَقُولَ لَهُ كُنْ فَيَكُونُ»** «قۇرئان» : ئاللاھ بىرەر شەيئىنى (يارىتىشنى) ئىرادە قىلسا، ئۇنىڭغا «ۋۇجۇدقا كەل» دېيىدۇ - دە، ئۇ ۋۇجۇدقا كېلىدۇ.

**«مَاأُرِيدُمِنْهُمْ مِنْ رِزْقٍ»** «قۇرئان» : ئۇلاردىن مەن رىزىق تىلىمەيمەن.

**«فَوَجَدَا فِيهَا جِدَارًا يُرِيدُ أَنْ يَنْقَضَّ فَأَقَامَهُ»** «قۇرئان» : ئۇلار بۇ شەھەردە ئۆرۈلۈپ چۈشەي دەپ قالغان بىر تامنى ئۇچراتتى، (خىزىر قولى بىلەن سىلاپ) تۈزلەپ قويدى.

**أَرَادَهُ عَلَى الْأَمْرِ:** زورلىدى.

**أَرَادَأَنْ يَفْعَلَ:** قىلماقچى بولدى.

**أَرَادَ بِهِ خَيْرًا:** ئۇ ئۇنىڭغا ياخشىلىق تىلىدى.

**إِرَادَةٌ:** ئىرادە، خاھىش، ئىختىيار، ئارزۇ، ئىستەك، تىلەك.

**خَارِجٌ عَنْ إِرَادَتِهِ:** ئۆز ئىختىيارىنىڭ سىرتىدا، ئىرادىسىدىن تاشقىرى، ئىرادىسىنىڭ سىرتىدا، ئىرادىسىگە باغلىق بولمىغان.

**اَلْإِرَادَةُ الطَّيِّبَةُ:** ياخشى تىلەك، ياخشى ئارزۇ.

**«فَالْإِرَادَةُ الْقَوِيَّةُ كَفَالَةُ النَّجَاحِ»** : كۈچلۈك ئىرادە مۇۋەپپەقىيەتكە كېپىللىك قىلىدۇ.

**إِرَادَةٌ مَلَكِيَّةٌ:** پادىشاھنىڭ پەرمانى، خاننىڭ يارلىقى.

**بِحَسْبِ الْإِرَادَةِ:** خالىغانچە، ئۆز مەيلىچە.

**بِإِرَادَةِ اللّٰهِ:** ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بويىچە، ئاللاھنىڭ خاھىشى بويىچە.

**فَاقِدُ الْإِرَادَةِ:** ئىرادىسىز، ئىرادىسىنى يوقاتقان.

**إِرَادَةٌ قَوْمِيَّةٌ:** مىللەتنىڭ ئارزۇسى.

**إِرَادِيٌّ:** ئىرادىگە مەنسۇپ.

**عَمَلٌ إِرَادِيٌّ:** ئىختىيارى ئىش.

**غَيْرُ إِرَادِيٍّ:** تەبىئىي، ئۆز - ئۆزىدىن.

**أَرَاشَ يُرِيشُ إِرَاشَةً السَّهْمَ:** ئوق سالدى.

**أَرَاعَ يُرِيعُ إِرَاعَةً** : چۆچىتىۋەتتى، قورقىتىۋەتتى.

**أَرَاغَ يُرِيغُ إِرَاغَةً:** ئالداپ ئېلىۋالدى.

**أَرَاقَ يُرِيقُ إِرَاقَةً الْمَاءَ:** سۇ قۇيدى، سۇ تۆكتى.

**أَرَاقَ الدَّمَ:** قان تۆكتى، خۇن تۆكتى.

**أَرَاقَ مَاءَ وَجْهِهِ:** ئۆزىنى خار قىلدى.

**أَرَاقٌ:** سېرىق كېسەل.

**إِرَاقَةٌ:** تۆكمەك.

**إِرَاقَةُ الدِّمَاءِ:** ئۇرۇش قوزغاش، قان تۆكۈش.

**أَرَاكٌ:** سەندەل ياغىچى؛ مىسۋاك دەرىخى.

**إِرَانٌ ج أُرُونٌ:** ياغاچ كالا؛ ئۆلۈكساندۇقى.

**آرْآسٌ م رَأْسَاءُ ج رُؤْسٌ:** يوغان باش.

**أَزَّمَ يُزِمُّ إِزْمًا الْجُرْحَ:** يارىنى داۋالىدى، يارىنى ساقايتتى.

**«أَزَّمَ النَّاقَةَ عَلَى غَيْرِ وَلَدِهَا»:** تۆگىنى باشقا بوتىلاقىقا كۆندۈردى.

**أَرِبَ يَأْرَبُ أَرَبًا:** ئۇستا بولدى، يېتىشتى، چېنىقتى، ماھىر بولدى.

**أَرَّبَ يَأْرِبُ أَرْبًا الْعُقْدَةَ:** تۈگۈنلەرنى چىگدى، چىگىكنى تۈگدى.

**أَرْبٌ ج آرَابٌ:** ھاجەت، كېرەكلىك.

**أَرَبٌ:** غايە، مەقسەت، تىلەك، ئۈمىد.

**بَلَغَ أَرَبَهُ:** مەقسەتكە يەتتى، ئۇ مەقسىتىگە يەتتى.

**إِرْبًا إِرْبًا:** پارچە ـ پارچە، بىر پارە ـ بىر پارە.

**اِرْبَادَّ يَرْبَادُّ اِرْبِيدَادًا:** رەڭگى ئۆڭۈپ كەتتى، توپا رەڭگە كىردى.

**أَرْبَاعٌ:** كىشىلەر توپى، خەلق ئاممىسى.

**أَرْبَاعُ النَّاسِ:** كىشىلەر توپى.

**أَرْبَانٌ:** كاپالەت نەرسە، كاپالەت.

**أَرَبَّ يُرِبُّ إِرْبَابًا بِالْمَكَانِ:** تۇرۇپ قالدى، قىلىپ قالدى.

**أُرْبَةٌ ج أُرَبٌ:** تۈگۈن، چىگىك.

**إِرْبَةٌ:** ئارزۇ، تەلەپ، ھاجەت، ئېھتىياج.

**«غَيْرِ أُولِي الْإِرْبَةِ مِنَ الرِّجَالِ» «قرآن»:** خوتۇنلارغا ئېھتىياجى يوق خىزمەتچىلەردىن.

**أَرْبَحَ يُرْبِحُ إِرْبَاحًا:** پايدىغا ئېرىشتۈردى، پايدا بەردى.

**أَرْبَدَ يُرْبِدُ إِرْبَادًا الرَّجُلُ فِي الْمَشْيِ:** ئاستا دەسسەپ ماڭدى، شەپە چىقارماي ماڭدى، ئاۋايلاپ ماڭدى.

**أَرْبَدُ ج رَبْدَاءُ ج رُبْدٌ:** توپارەڭ.

**عَامٌ أَرْبَدُ:** قەھەتچىلىك يىلى.

**اِرْبَدَّ يَرْبَدُّ اِرْبِدَادًا وَجْهُهُ فِي الْغَضَبِ:** رەڭگى ئۆڭۈپ كەتتى، توپا رەڭگە كىردى.

**أَرْبَشُ م رَبْشَاءُ ج رُبْشٌ:** ئالا ـ بۇلىماچ.

**أَرْبَضَ يُرْبِضُ إِرْبَاضًا الشَّمْسُ:** ئىسسىقى كۆچەيدى.

**أَرْبَضَ الدَّابَّةَ:** ئۇلاغنى تىزلاندۇردى، ئۇلاغنى چۆكتۈردى.

**أَرْبَعَ يُرْبِعُ إِرْبَاعًا الْعَدَدَ:** سانىنى تۆت قىلدى.

**أَرْبَعَ الْمَوْلُودُ:** ئېزىق چىشى چىقتى.

**أَرْبَعَ الْمَرِيضَ:** كېسەلنى ئىككىنچى كۈنى يوقلىماي ئۈچىنچى كۈنى يوقلىدى.

**أَرْبَعَ الْإِبِلَ:** تۆگىنى خالىغان چاغدا سۇ ئىچىشكە قويۇۋەتتى.

**أَرْبَعَتِ الْحُمَّى عَلَيْهِ:** قىزىتما بىر كۈن قوزغىلىپ، ئىككى كۈن توختاپ، 4 ـ كۈنى قوزغالدى.

**أَرْبَعَتِ الْحَامِلُ:** ھامىلدار باھار پەسلىدە يەڭگىدى.

**أَرْبَعُوا:** باھار پەسلىگە كىردى.

**أَرْبَعٌ م أَرْبَعَةٌ:** تۆت.

**«لَوْلَا جَاؤُا عَلَيْهِ بِأَرْبَعَةِ شُهَدَاءَ» «قرآن»:** ئۇلار ئېيىتقا تۆت نەپەر گۇۋاھچىنى كەلتۈرمىدى.

**«رَكَعَ الْعَابِدُ أَرْبَعًا»:** ئىبادەت قىلغۇچى تۆت قېتىم رۇكۇ قىلدى.

**«فِي السَّنَةِ أَرْبَعَةُ فُصُولٍ»:** بىر يىلدا تۆت پەسىل بار.

**أَرْبَعَ عَشْرَةَ:** ئون تۆت.

**أَرْبَعَةُ أَضْعَافٍ:** تۆت ھەسسە.

**ذَوَاتُ الْأَرْبَعِ:** تۆت پۇتلۇق ھايۋان چارپاي.

**يَوْمُ الْأَرْبِعَاءِ:** چارشەنبە.

**أُمُّ أَرْبَعَةٍ وَأَرْبَعِينَ:** سەكسەن پۇت، مىڭ ئاياغ.

**أَرْبَعُونَ:** قىرىق.

**الْأَرْبَعُونَ:** قىرىقىنچى.

**«وَإِذْ وَاعَدْنَا مُوسَى أَرْبَعِينَ لَيْلَةً» «قرآن»:** ئۆز ۋاقتىدا مۇساغا 40 كېچە (كۈتكەندىن كېيىن تەۋراتنى نازىل قىلىشنى) ۋەدە قىلدۇق.

**ذِكْرَى الْأَرْبَعِينَ:** 40 نەزىرىسى.

**حَفْلَةُ الْأَرْبَعِينَ:** قىرىق مۇراسىمى، 40 نى ئۆتكۈزۈش، 40 نەزىرىسى.

**أَرْبَعِينِيَّاتٌ:** 40 بىلەن 49 ئوتتۇرىسىدىكى سانلار؛ 40 ـ يىللار .

«مَاتَ فِي الْأَرْبَعِينِيَّاتِ مِنْ عُمْرِهِ» : ئۇ 40 ياشلىرىدا ئۆلدى.

أَرْبَكَهُ يُرْبِكُ إِرْبَاكًا: گاڭگىرىتىپ قويدى، قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويدى، ئىسەنگىرىتىپ قويدى، تەمتىرىتىپ قويدى.

«لَقَدْ أَرْبَكَنِي قَرَارُكَ الْمُفَاجِئُ» : سېنىڭ تۇشتۇمتۇت قارارىڭ مېنى گاڭگىرىتىپ قويدى.

أَرْبَنَ يُرْبِنُ إِرْبَانًا: زاكالەت پۇل بەردى.

أَرْبُونَ: كاپالەت نەرسە.

أَرْبَى يُرْبِي إِرْبَاءً: بەرگىنىدىن كۆپ ئالدى، جازانە قىلدى، ئېشىپ كەتتى.

«يَمْحَقُ اللّٰهُ الرِّبَا وَيُرْبِي الصَّدَقَاتِ» «قۇرئان» : ئاللاھ جازانىنىڭ (بەرىكىتىنى) ئۆچۈرۈۋې-تىدۇ، سەدىقىنىڭ (بەرىكىتىنى) زىيادە قىلىدۇ.

أَرْبَى الشَّيْءَ: ئۆستۈردى، كۆپەيتتى.

أَرْبَى عَلَيْهِ: كۆپەيدى، ئاشتى.

«أَرْبَى عَلَى الْخَمْسِينَ» : 50 دىن ئاشتى.

أُرْبِيَانُ جَمْبَرِيٌّ: راك.

أُرْبِيَانُ: چوڭ راك.

أُرْبِيَةٌ: چات، چات ئېرىقچىسى.

أُرْبِيٌّ: چاتنىڭ.

أُرْبِيَّةٌ: چاتراق.

إِرْتَابَ يَرْتَابُ إِرْتِيَابًا فِي الشَّيْءِ: شەك قىلدى، شەكلەندى، گۇمان قىلدى.

«إِنَّمَا يَسْتَأْذِنُكَ الَّذِينَ لَا يُؤْمِنُونَ بِاللّٰهِ وَالْيَوْمِ الْآخِرِ وَارْتَابَتْ قُلُوبُهُمْ» «قۇرئان» : (ئى مۇھەممەد!) سەندىن پەقەت ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنمەيدىغانلار، دىللىرىدا (ئاللاھ-نىڭ بىرلىكىگە ۋە سېنىڭ پەيغەمبەرلى-كىڭگە) گۇمانى بارلارلا رۇخسەت سورايدۇ.

«وَلَا يَرْتَابُ الَّذِيْنَ أُوْتُوا الْكِتَابَ وَالْمُؤْمِنُوْنَ» «قۇرئان» : ئەھلى كىتاب ۋە مۆمىنلەر (بۇنىڭ-دىن) شەكلەنمەيدۇ.

إِرْتَابَ فِي الْأَمْرِ: شەك قىلدى، شەكلەندى، گۇمان قىلدى.

إِرْتَابَ بِالْأَمْرِ: گۇمان قىلدى، شەكلەندى.

إِرْتَابَ مِنَ الْأَمْرِ: شەك قىلدى، شەكلەندى، گۇمان قىلدى.

إِرْتَابَ عَنْ رَوِيَّةٍ: مەقسەتلىك شەكلەندى، ئاڭلىق غەرەزلىك شەكلەندى، ئەتەي شەكلەندى، بىلىپ تۇرۇپ شەكلەندى.

إِرْتَاحَ يَرْتَاحُ إِرْتِيَاحًا لِلْأَمْرِ: مەمنۇن بولدى، قانائەتلەندى، رازى بولدى، خۇشال بولدى.

إِرْتَاحَ مِنَ الْعَمَلِ: دەم ئالدى.

إِرْتَاحَ ضَمِيرُهُ: ۋىجدانى راھەتلەندى.

إِرْتَاحَ بَالُهُ: كۆڭلى ئارام تاپتى، كۆڭلى يايرىدى.

إِرْتَادَ يَرْتَادُ إِرْتِيَادًا الشَّيْءَ: نەرسە تەلەپ قىلدى، ئىزدىدى.

إِرْتَادَ الْأَمَاكِنَ: چارلىدى، كۆزدىن كەچۈردى.

إِرْتَاضَ يَرْتَاضُ إِرْتِيَاضًا: مەشىق قىلدى.

إِرْتَاعَ يَرْتَاعُ إِرْتِيَاعًا: قورقتى، چۆچىدى.

إِرْتَاعَ لِلْخَبَرِ: خەۋەردىن چۆچۈپ كەتتى.

إِرْتَاعَ مِنَ الْخَبَرِ: چۆچۈپ كەتتى.

إِرْتَأَي يَرْتَئِي إِرْتِئَاءً الشَّخْصَ: كۆردى.

إِرْتَأَى رَأْيًا: تەكلىپ بەردى.

«إِرْتَأَى رَأْيًا فِي كَذَا» : ... ھەققىدە تەكلىپ بەردى.

إِرْتِبَاطٌ: ئالاقە، مۇناسىۋەت؛ شەرتلەشمەك، توختام تۈزمەك، باغلانماق، چېتىلماق.

بِدُونِ ارْتِبَاطٍ: باغلانماستىن، مەجبۇرىيەتنى ئۈستىگە ئالماستىن.

«أَطْلُبُ نُسْخَةً مِنَ التَّعْلِيمَاتِ بِدُونِ إِرْتِبَاطٍ مِنْكَ» : مەجبۇرىيەتنى ئۈستۈڭگە ئالماستىن تەلىماتتىن بىر نۇسخا تەلەپ قىلغىن.

ضَابِطُ الْإِرْتِبَاطِ: ئالاقىچى ئوفىتسېر.

إِرْتِبَاكٌ: گاڭگىراش، تەمتىرەش.

«لَقَدْ شَعَرْنَا بِالْإِرْتِبَاكِ حِينَ رَأَيْنَاهُ يَدْخُلُ الْغُرْفَةَ غَاضِبًا» : ئۇنىڭ غەزەپ بىلەن ئۆيگە كىرىپ كەلگەنلىكىنى كۆرۈپ گاڭگىراپ

قالدۇق.

**إِرْتَبَأَ يَرْتَبِئُ إِرْتِبَاءً عَلَى جَبَلٍ:** ئېگىزدىن قارىدى، ئېگىزدىن نەزەر سالدى.

**إِرْتَبَطَ يَرْتَبِطُ إِرْتِبَاطًا الشَّخْصَانِ:** ئىككىيلەن باغلاندى، مۇناسىۋەتلەشتى.

**إِرْتَبَطَ الشَّيْءُ فِي الْحَبْلِ:** ئىلىنىپ قالدى.

**«يَرْتَبِطُ هَذَا الْمَشْرُوعُ بِكَثِيرٍ مِنَ الْمُشْكِلَاتِ التَّقْنِيَةِ الْمُعَقَّدَةِ»:** بۇ لايىھە نۇرغۇن مۇرەككەپ تېخنىكا مەسىلىلىرىگە چېتىلىدۇ.

**إِرْتَبَعَ يَرْتَبِعُ إِرْتِبَاعًا الْحِصَانُ:** ئايغىر ئوتلىدى، ئايغىر ئوت يېدى.

**إِرْتَبَعَ بِالْمَكَانِ:** كۆتتى، ساقلىدى، تۇتۇپ قالدى، ھايال بولدى.

**إِرْتَبَقَ يَرْتَبِقُ إِرْتِبَاقًا فِي حِبَالَةٍ:** قىلتاققا چۈشتى، قاپقانغا چۈشتى، تورغا چۈشتى.

**إِرْتَبَكَ يَرْتَبِكُ إِرْتِبَاكًا الشَّخْصُ:** گاڭگىراپ قالدى، تەمتىرەپ قالدى، گېپىنىڭ باش-ئايىغىنى تاپالماي قالدى.

**«إِرْتَبَكَ الصَّيْدُ فِي الْحِبَالَةِ»:** ئوۋ قاپقانغا چۈشۈپ قۇتۇلۇشنىڭ يولىنى بىلەلمىدى.

**أَرَثُّ م رَثَّاءُ ج رُثٌّ:** كېكەچ.

**«هَذَا الشَّابُّ لَا يَصْلُحُ مُدَرِّسًا لِأَنَّهُ أَرَثُّ»:** بۇ ياش كېكەچ بولغانلىقى ئۈچۈن ئوقۇتقۇچىلىققا يارىمايدۇ.

**أَرْتَجَ يُرْتِجُ إِرْتَاجًا الْحَارِسُ الْبَابَ:** قوغدىغۇچى ئىشىكنى تاقىۋەتتى.

**أُرْتِجَ عَلَيْهِ:** توساتتىن توختاپ قالدى (ناتىق).

**إِرْتِجَاجٌ:** تەۋرەنمەك، سىلكىنمەك، لىڭشىماق.

**إِرْتِجَاجٌ مُخِّيٌّ:** قاتتىق سىلكىنىش ياكى ئۇرۇلۇش سەۋەبىدىن نېرۋىنىڭ قالايمىقانلىشىپ كېتىشى.

**إِرْتِجَاعٌ:** ئەكسىيەتچىل.

**إِرْتِجَاعِيٌّ:** ئەكسىيەتچىلىك.

**إِرْتِجَالٌ:** ھېچقانداق تەييارلىقسىزلا سۆزلىمەك، ئويلاپ تۇرماستىنلا سۆزلىمەك.

**«تَجَنُّبِ الْقَرَارَاتِ الْإِرْتِجَالِيَّةِ»:** پۇختا ئويلانماي قارار چىقىرىشتىن ساقلان.

**إِرْتَجَّ يَرْتَجُّ إِرْتِجَاجًا الشَّيْءَ:** تەۋرەندى، تىترىدى.

**إِرْتَجَّتِ الْأَرْضُ:** يەر تەۋرىدى.

**إِرْتَجَّ الْكَلَامُ:** سۆز ئېلىشىپ كەتتى.

**إِرْتَجَّ الْمُخُّ:** مېڭىسى سىلكىنىپ كەتتى.

**إِرْتَجَحَ يَرْتَجِحُ إِرْتِجَاحًا:** تەۋرەندى، پۇلاڭلىدى، ئىرغاڭلىدى.

**إِرْتَجَزَ يَرْتَجِزُ إِرْتِجَازًا الرَّاجِزُ:** رەجەز بەھرىدە شېئىر ئوقۇدى.

**إِرْتَجَفَ يَرْتَجِفُ إِرْتِجَافًا الشَّخْصُ:** تىترىدى.

**إِرْتَجَفَ غَضَبًا:** غەزەپتىن تىترەپ كەتتى.

**إِرْتَجَفَتْ فَرَائِصُهُ:** قورقۇپ كەتتى، قورقۇپ چۆچۈپ كەتتى.

**إِرْتَجَلَ يَرْتَجِلُ إِرْتِجَالًا الْمُتَكَلِّمُ الْحَدِيثَ:** سۆز قىلغۇچى ئويلاپ تۇرماستىنلا سۆزلىدى، سۆز قىلغۇچى تەييارلىقسىزلا سۆزلىدى.

**إِرْتَجَلَ الشِّعْرَ:** تەييارلىقسىز ئىجاد قىلىپ شېئىر ئوقۇدى.

**إِرْتَجَلَ الشَّخْصُ:** پىيادە ماڭدى، ياياق ماڭدى.

**إِرْتَجَمَ يَرْتَجِمُ إِرْتِجَامًا بِالْحِجَارَةِ:** تاش ئاتتى.

**إِرْتَجَى يَرْتَجِي إِرْتِجَاءً الشَّيْءَ:** ئۈمىد قىلدى، ئۈتۈندى.

**إِرْتِحَالٌ:** كۆچمەك، يولغا چىقماق، ئاتلانماق، ھىجرەت قىلماق.

**إِرْتَحَلَ يَرْتَحِلُ إِرْتِحَالًا الشَّخْصُ:** كۆچۈپ كەتتى.

**إِرْتَحَلَ الطِّفْلُ أَبَاهُ:** بالا دادىسىغا مىنىۋالدى.

**«إِنَّ ابْنِي إِرْتَحَلَنِي» «حديث»:** مېنىڭ ئوغلۇم ماڭا مىنىۋالدى.

**إِرْتَحَلَ عَنِ الْوَطَنِ:** ۋەتەندىن ھىجرەت قىلدى، يۇرتىدىن كۆچتى.

**«إِرْتَحَلَ إِلَى رَحْمَةِ اللَّهِ»:** ۋاپات بولدى، ئاخىرەتكە سەپەر قىلدى.

**إِرْتِخَاءٌ:** بوشىشىپ كەتمەك، ئۆزىنى تاشلىۋەتمەك.

**إِرْتِخَاءُ الْعِظَامِ:** سۆڭەك بوشاپ كېتىش كېسەلى.

**إِرْتَخَّ يَرْتَخُّ إِرْتِخَاخًا الشَّخْصُ:** بوشىشىپ كەتتى.

**إِرْتَخَشَ يَرْتَخِشُ إِرْتِخَاشًا:** چۆچۈپ كەتتى، ئۈركۈپ كەتتى.

**إِرْتَخَصَ يَرْتَخِصُ إِرْتِخَاصًا الشَّيْءَ:** ئەرزان ھېسابلىدى؛ رۇخسەت سورىدى.

**إِرْتَخَى يَرْتَخِي إِرْتِخَاءً الشَّخْصُ:** بوشىدى، ھاردى، چارچىدى.

**«مَاأَنِ ارْتَخَتْ يَدُهُ حَتَّى طَارَتِ الْحَمَامَةُ»:** ئۇنىڭ قولى بوشاپ كەتكەنىدى، كەپتەر ئۇچۇپ كەتتى.

**إِرْتِدَادٌ:** ئارقىغا قايتماق، چېكىنمەك.

**إِرْتِدَادٌ عَنِ الدِّيْنِ:** مۇرتەد بولماق، دىندىن يانماق.

**إِرْتَدَّ يَرْتَدُّ إِرْتِدَادًا:** قايتتى، ياندى، چېكىندى، مۇرتەد بولدى، ئىسلامدىن چېكىندى.

**«فَارْتَدَّا عَلَى آثَارِهِمَا قَصَصًا» «قرآن»:** ئىككىسى كەلگەن ئىزى بويىچە كەينىگە يېنىشتى.

**«مَنْ يَرْتَدَّ مِنْكُمْ عَنْ دِينِهِ فَسَوْفَ يَأْتِيَ اللّٰهُبِقَوْمٍ يُحِبُّهُمْ وَيُحِبُّونَهُ» «قرآن»:** سىلەردىن كىمىكى مۇرتەد بولىدىكەن، ئاللاھ (ئۇنىڭ ئورنىغا) ئاللاھ ئۇلارنى دوست تۇتىدىغان، ئۇلارمۇ ئاللاھنى دوست تۇتىدىغان، بىر قەۋمنى كەلتۈرىدۇ.

**«فَلَمَّا أَنْ جَاءَ الْبَشِيْرُ أَلْقَاهُ عَلَى وَجْهِهِ فَارْتَدَّ بَصِيْرًا» «قرآن»:** خۇش خەۋەرچى كېلىپ كۆڭلەكنى ياقۇپنىڭ يۈزىگە تاشلىدى، ئۇنىڭ كۆزى ئېچىلدى.

**إِرْتَدَّ عَنْهُ:** ئۇنىڭدىن چېكىندى، ئۇنىڭدىن ۋاز كەچتى، ئۇنى تاشلىدى، ئۇنى چۆرىۋەتتى.

**إِرْتَدَّ رَاجِعًا إِلَى:** ... غا قايتتى.

**إِرْتَدَّ إِلَى الْوَرَاءِ:** ئارقىغا قايتتى.

**إِرْتَدَّ عَلَى عَقِبَيْهِ:** چېكىندى.

**إِرْتَدَّ إِلَيْهِ صَوَابُهُ:** خاتالىقىنى تونىدى.

**إِرْتَدَّ مِنْ سَفَرِهِ:** سەپەردىن قايتتى.

**إِرْتَدَّ إِلَى رَبِّهِ:** پەرۋەردىگارىغا تەۋبە قىلدى، پۇشايمان قىلدى.

**إِرْتَدَعَ يَرْتَدِعُ إِرْتِدَاعًا الشَّخْصُ:** توسۇلدى، توختىتىلدى، تىزگىنلەندى، ياندى.

**«إِرْتَدَعَ بِرَوَادِعِ الْقُرآنِ»:** قۇرئاننىڭ گۇناھتىن توسقۇچى ئايەتلىرى بىلەن توسۇلدى.

**إِرْتَدَى يَرْتَدِي إِرْتِدَاءً الشَّخْصُ الرِّدَاءَ أَوْبِالرِّدَاءِ:** يەكتەك كىيدى، تون كىيدى.

**«أَرْتَدِي مَلاَبِسِيَ الْجَدِيْدَةَ»:** يېڭى كىيىملىرىمنى كىيىمەن.

**«لَقَدِ ارْتَدَى النَّاسُ جَمِيْعًا الْمَلاَبِسَ الْمَحْشُوَّةَ بَالْقُطْنِ»:** كىشىلەرنىڭ ھەممىسى پاختىلىق كىيىم كىيدى.

**إِرْتَدَى فِي كَذَا:** چۈشۈپ كەتتى، غولىدى، يىقىلدى.

**«لاَأُرِيْدُهُ أَنْ يَلْبَسَ الْمِعْطَفَ غَيْرَأَنَّهُ عَلَى ارْتِدَائِهِ»:** مەن ئۇنىڭ پەلتو كىيىشىنى خالىمايمەن، لېكىن ئۇ ئۇنى كىيىشتە چىڭ تۇرىۋاتىدۇ.

**إِرْتَزَقَ يَرْتَزِقُ إِرْتِزَاقًا الْجُنْدِيُّ:** ئەسكەر ياللاندى.

**إِرْتَزَقَ الْعَامِلُ:** ئىشچى ئەمگەك ھەققىنى ئالدى.

**إِرْتَسَّ يَرْتَسُّ إِرْتِسَاسًا الْخَبَرُ:** خەۋەر تارقاتتى.

**إِرْتَسَمَ يَرْتَسِمُ إِرْتِسَامًا الْخَوْفُ أَوِ الْفَزَعُ أَوِ الْفَرَحُ عَلَى وَجْهِهِ:** چىرايىدىن بىلىندى، چىرايىدىن چىقىپ تۇردى.

**إِرْتَسَمَ مَرَاسِمَ فُلاَنٍ:** ئۇنىڭ ئىزىدىن ماڭدى.

**إِرْتَسَمَ الأَمْرَ:** بۇيرۇققا بويسۇندى.

**إِرْتَشَحَ يَرْتَشِحُ إِرْتِشَاحًا:** سۇ تەپچىرىدى.

**إِرْتَشَحَ الإِنَاءُ:** قاچىدىن سۇ تەپچىرىدى.

**إِرْتَشَحَ الْجَسَدُ:** بەدەندىن تەر چىقتى.

**إِرْتَشَدَ يَرْتَشِدُ إِرْتِشَادًا:** توپلىدى، دۈۋىلىدى، تىزدى.

**إِرْتَشَفَ يَرْتَشِفُ إِرْتِشَافًا سَلْسَبِيلَ الْعِرْفَانِ:** بىلىم بۇلىقىدىن ئىچتى، بىلىم مەنبەسىنى ئىگىلىدى.

**إِرْتَشَى يَرْتَشِي إِرْتِشَاءً الشَّخْصُ مِنْ فُلاَنٍ:** پارا ئالدى، پارا يېدى.

«لَعَنَ اللّٰهُ الرَّاشِي وَالْمُرْتَشِي» ‹حديث›: ئاللاھ تائالا پارا بەرگۈچى ۋە پارا ئالغۇچىغا لەنەت قىلسۇن!

**إِرْتَمَدَ يَرْتَمِدُ إِرْتِمَادًا:** كۆزەتتى، تەكشۈردى.

**إِرْتَمَّ يَرْتَمُّ إِرْتِمَامًا الْمُصَلُّونَ:** نامازخانلار سەپ بولۇپ تىزىلدى.

**إِرْتَمَعَ يَرْتَمِعُ إِرْتِمَاعًا بِالشَّيْءِ:** يېپىشتى، چاپلاشتى.

**إِرْتَمَعَ الْحَبُّ:** ئاشلىقنى يانجىدى.

**إِرْتَضَخَ يَرْتَضِخُ إِرْتِضَاخًا لُكْنَةً أَعْجَمِيَّةً:** ئەرەب چە باشقا تىلغا ئارىلاشتۇرۇپ سۆزلىدى.

**إِرْتَضَعَ يَرْتَضِعُ إِرْتِضَاعًا الْوَلَدُ ثَدْيَ أُمِّهِ:** بالا ئانىسىنى ئەمدى، بالا ئانىسىنىڭ ئەمچىكىنى شورىدى.

**إِرْتَضَى يَرْتَضِي إِرْتِضَاءً:** رازى بولدى، مەمنۇن بولدى؛ ئىختىيار قىلدى، تاللىدى.

«وَلَا يَشْفَعُونَ إِلَّا لِمَنِ ارْتَضَى» ‹قرآن›: ئۇلار ئاللاھ رازى بولغانلارغىلا شاپائەت قىلىدۇ.

**إِرْتَضَاهُ لِصُحْبَةٍ:** ئۇنى سۆھبەتكە لايىق ھېسابلىدى.

**إِرْتَطَمَ يَرْتَطِمُ إِرْتِطَامًا بِالشَّيْءِ:** ئۇرۇلدى.

**إِرْتَطَمَ الْمَرْكَبُ:** كېمە خادا تاشقا ئۇرۇلدى.

**إِرْتَطَمَ الْجِدَارَ:** تامغا ئۇرۇلدى، تامغا ئۇستى.

**إِرْتَطَمَ عَلَيْهِ الْأَمْرُ:** مۇجمەل بولدى.

**إِرْتَطَمَ فِي الطِّينِ:** پاتقاققا پېتىپ قالدى.

**إِرْتَطَمَ فِي الْأَمْرِ:** دىشۋارچىلىققا يولۇقتى، چىقىش يولى تاپالمىدى.

«إِرْتَطَمَ بِصُعُوبَاتٍ لَا حَصْرَ لَهَا»: چەكسىز قىيىنچىلىقلارغا دۇچ كەلدى.

**إِرْتَطَمَ بِ :** ئۇرۇلدى، سوقۇلدى، تېگىپ كەتتى.

**إِرْتَطَمَ بِعَقَبَاتٍ:** توسالغۇلارغا دۇچ كەلدى.

**أَرْتَعَ يُرْتِعُ إِرْتَاعًا الْمَكَانُ:** ئوت - چۆپ مول بولدى.

**أَرْتَعَ الرَّاعِي إِبِلَهُ:** پادىچى تۆگىسىنى باقتى.

**إِرْتِعَاشٌ:** تىترىمەك.

**إِرْتِعَاشُ الْحُمَّى:** قىزىتمىدىن بولغان تىترەك.

**إِرْتِعَاشٌ شَيْخُوخِيٌّ:** قېرىلىق تىترىكى.

**إِرْتَعَبَ يَرْتَعِبُ إِرْتِعَابًا الشَّخْصُ:** قورقتى، چۆچىدى، قورقۇپ تىترەپ كەتتى.

**إِرْتَعَدَ يَرْتَعِدُ إِرْتِعَادًا الشَّخْصُ:** تىترىدى، پارا-كەندە بولدى.

**إِرْتَعَدَ خَوْفًا أَوْ غَضَبًا:** قورقۇنچ ياكى غەزەپتىن تىترەپ كەتتى.

**إِرْتَعَدَتْ فَرَائِصُهُ:** قورقۇنچتىن لاغىلداپ تىترەپ كەتتى، يۈرىكى قېپىدىن چىقىپ كەتكۈدەك بولۇپ قاتتىق ۋەھىمىدە قالدى.

«إِنِّي أَرْتَعِدُ مِنَ الْبَرْدِ»: مەن سوغۇقتىن تىترەۋاتىمەن.

**إِرْتَعَشَ يَرْتَعِشُ إِرْتِعَاشًا:** تىترىدى.

«إِرْتَعَدَتْ مَفَاصِلُهُ، وَارْتَعَشَتْ أَنَامِلُهُ»: ئۇگىملىرى ۋە بارماقلىرى تىترىدى.

**إِرْتَعَصَ يَرْتَعِصُ إِرْتِعَاصًا:** قىمىرلىدى، لىغشىدى، لۆمشىدى.

**إِرْتَعَى يَرْتَعِي إِرْتِعَاءً الْغَنَمُ:** قوي ئوتلىدى.

**إِرْتَغَثَ يَرْتَغِثُ إِرْتِغَاثًا الْوَلَدُ أُمَّهُ:** بالا ئانىسىنى ئەمدى، شورىدى.

**إِرْتَغَى يَرْتَغِي إِرْتِغَاءً الرَّغْوَةَ:** كۆپۈكنى ئىچتى؛ كۆپۈكنى سوزگۈچ بىلەن سۈزدى.

**إِرْتِفَاعٌ:** يۇقىرى ئۆرلىمەك، ئېگىزلىمەك، ئۆرلىمەك، كۆتۈرۈلمەك، يۈكسەلمەك.

**إِرْتِفَاعٌ ج إِرْتِفَاعَاتٌ:** ئېگىزلىك، ئېگىز، يۇقىرى، ئۈستۈن، ئالىي.

**اَلْإِرْتِفَاعُ عَنْ سَطْحِ الْبَحْرِ:** دېڭىز يۈزىدىن ئېگىز.

**إِرْتِفَاقٌ:** پايدىلانماق، ئىشقا سالماق، پايدا ئالماق.

**حَقُّ الْإِرْتِفَاقِ ‹فِي الْقَانُونِ›:** پايدىلىنىش ھوقۇقى.

**إِرْتَفَدَ يَرْتَفِدُ إِرْتِفَادًا مَالًا:** مال - مۈلۈكنى قولغا كەلتۈردى، مال - مۈلۈك ھاسىل قىلدى.

**إِرْتَفَصَ يَرْتَفِصُ إِرْتِفَاصًا السِّعْرُ:** باھا ئۆرلەپ كەتتى.

**إِرْتَفَعَ يَرْتَفِعُ إِرْتِفَاعًا الْبِنَاءُ:** ئېگىزلىدى.

**إِرْتَفَعَ عَنْ سَطْحِ الْبَحْرِ:** دېڭىز يۈزىدىن كۆتۈرۈلدى.

**إِرْتَفَعَ وَ انْخَفَضَ:** بىر ھالەتتە تۇرمىدى، تۇراقسىز بولدى.

**إِرْتَفَعَ الْخَطَرُ:** خەتەر تۈگىدى.

**إِرْتَفَعَ السِّعْرُ:** باھا ئۆستى.

**«إِرْتَفَعَتْ أَسْعَارُ بَعْضِ السِّلَعِ»:** بەزى ماللارنىڭ باھاسى ئۆسۈپ كەتتى.

**إِرْتَفَعَ النَّهَارُ:** كۈندۈز ئۇزاردى.

**إِرْتَقَّ يَرْتَقُّ إِرْتِقَاقًا الْقَلْبُ:** يۈرەك سالدى، يۈرەك سوقتى.

**إِرْتَفَقَ يَرْتَفِقُ إِرْتِفَاقًا بِهِ:** پايدىلاندى، مەنپەئەتلەندى.

**إِرْتَفَقَ الْقَوْمُ:** يولداش بولۇشتى، ھەمراھ بولۇشتى.

**إِرْتَفَقَ عَلَى مِرْفَقِهِ:** جەينىكىگە يۆلەندى.

**إِرْتِقَاءٌ:** ئۆرلىمەك، ئېگىزلىمەك، تەرەققىي قىلماق.

**مَذْهَبُ النُّشُوءِ وَالْإِرْتِقَاءِ:** تەدرىجى تەرەققىيات نەزەرىيىسى.

**إِرْتَقَبَ يَرْتَقِبُ إِرْتِقَابًا الشَّيْءَ:** كۈتتى؛ كۆزەتتى.

**«فَارْتَقِبْ يَوْمَ تَأْتِي السَّمَاءُ بِدُخَانٍ مُبِينٍ»** ‹قرآن›: (ئى مۇھەممەد!) سەن ئاسمان (ھەممە ئادەم) ئوچۇق (كۆرىدىغان) تۈتۈننى كەلتۈرىدىغان كۈندە (ئۇلارغا بولىدىغان ئازابنى) كۈتكىن.

**إِرْتَقَبَ الْمَكَانَ:** جاينى كۆزەتتى.

**إِرْتَقَشَ يَرْتَقِشُ إِرْتِقَاشًا:** گۈزەللىكنى ۋە زىننىتىنى ئاشكارا قىلدى.

**إِرْتَقَشَ الْقَوْمُ:** ئارىلىشىپ كەتتى.

**إِرْتَقَشَ الْمُقَاتِلُونَ:** جەڭچىلەر گىرەلىشىپ كەتتى.

**إِرْتَقَصَ يَرْتَقِصُ إِرْتِقَاصًا السِّعْرُ:** باھا ئۆرلىدى، باھا ئۆرلەپ كەتتى.

**إِرْتَقَنَ يَرْتَقِنُ إِرْتِقَانًا:** سۈركىدى، سۈرتتى، بويىدى.

**إِرْتَقَى يَرْتَقِي إِرْتِقَاءً الرَّجُلُ السُّلَّمَ أَوْ فِي السُّلَّمِ أَوْعَلَى السُّلَّمِ:** شوتىغا چىقتى، شوتىغا ياماشتى.

**« أَمْ لَهُمْ مُلْكُ السَّمَاوَاتِ وَلْأَرْضِ وَمَابَيْنَهُمَافَلْيَرْتَقُوْافِي الْأَسْبَابِ»** ‹قرآن›: ياكى ئۇلار ئاسمانلارنىڭ، زېمىننىڭ ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى نەرسىلەرنىڭ پادىشاھلىقىغا ئىگىمۇ؟ (ئەگەر ئۇلار ئىگە بولسا، ئۇلار ئۆزلىرىنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىدىغان) شوتىلارغا چىقسۇن.

**إِرْتَقَى الْأَمِيْرُ عَلَى الْعَرْشِ:** ئەمىر تەختتە ئولتۇردى.

**إِرْتَقَى مُرْتَقًى صَعْبًا:** ئۆزىنى قاتتىق چارچىتىۋەتتى، قىيىن ئىشقا تۇتۇش قىلدى.

**اَلْإِرْتِكَازُ:** مەركەز، نۇقتا.

**مِحْوَرُ الْإِرْتِكَازِ:** ئاساسىي نۇقتا.

**«إِنَّ نُقْطَةَ الْإِرْتِكَازِ لِكَلَامِي هِيَ أَنَّ الدِّيْنَ عِنْدَ اللّٰهِ الْإِسْلَامُ»:** مېنىڭ سۆزۈمنىڭ ئاساسىي نۇقتىسى ئاللاھنىڭ نەزەرىدە مەقبۇل دىن ئىسلام دىنى دېگەندىن ئىبارەت.

**إِرْتَكَبَ يَرْتَكِبُ إِرْتِكَابًا الرَّجُلُ الذَّنْبَ:** گۇناھ ئۆتكۈزدى.

**إِرْتَكَبَ عَمَلًا شَائِنًا:** قەبىھ ئىش قىلدى.

**إِرْتَكَبَ جَرَائِمَ شَائِنَةً:** ئېغىر جىنايەت ئۆتكۈزدى.

**إِرْتَكَبَ الْفَحْشَاءَ:** زىنا قىلدى، پاھىشە قىلدى.

**إِرْتَكَزَ يَرْتَكِزُ إِرتِكَازًا الشَّيْءُ:** مۇقىملاشتى، مەركەزلەشتى، قارارلاشتى، ئورناشتى.

**«هَذَا الرَّأْيُ لَايَرْتَكِزُ عَلَى أَسَاسٍ صَحِيْحٍ»:** بۇ پىكىر توغرا ئاساسقا ئىگە ئەمەس.

**إِرْتَكَزَ عَلَيْهِ:** يۆلەندى.

**إِرْتَكَسَ يَرْتَكِسُ إِرْتِكَاسًا:** دۈم بولدى، ئۆرۈلدى، قايتىلدى.

**إِرْتَكَسَ فِي أَمْرٍ:** قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالدى.

**إِرْتَكَضَ يَرْتَكِضُ إِرْتِكَاضًا:** تەۋرىدى، داۋالغۇدى.

**إِرْتَكَضَ خَيْلُهُمْ إِلَيْهِ:** ئاتنى قامچىلاپ چاپتۇردى.

**إِرْتَكَضَ الْجَنِيْنُ فِي الْبَطْنِ:** ھامىلە قورساقتا

قىلدى.

**أَسَاغَ الطَّعَامَ أَوِ الشَّرَابَ:** سىلىق يۇتتى، سۇ بىلەن يۇتتى.

**«يَتَجَرَّعُهُ وَلاَ يَكَادُ يُسِيغُهُ» «قرآن»:** (ئۇنىڭ ئاچچىقلىقىدىن) ئۇنى يۇتۇملاپ ئىچىپ تەسلىكتە يۇتىدۇ.

**أَسَالَ يُسِيلُ إِسَالَةً:** ئاققۇزدى.

**«وَأَسَلْنَا لَهُ عَيْنَ الْقِطْرِ» «قرآن»:** ئۇنىڭغا (سۇلايمانغا) مىس (چىقىدىغان) بۇلاقنى ئاققۇزۇپ بەردۇق.

**أَسَالَ الدَّمْعَ:** ياش ئاققۇزدى.

**أَسَالَ اللُّعَابَ:** شالىنى ئاققۇزدى، شۆلگىيىنى ئېقىتتى.

**أَسَامَ يُسِيمُ إِسَامَةً الْمَاشِيَةَ:** ئۇلاغنى ئوتلاققا قويۇۋەتتى، ئوتلاققا ھەيدىدى.

**«يُسِيمُونَ أَغْنَامَهُمْ حَيْثُ يُوجَدُ الْكَلأُ»:** ئۇلار قويلىرىنى قەيەردە ئوتلاق بولسا شۇ يەردە باقىدۇ.

**أُسَامَةُ:** شىر (ئادەم ئىسمى بولۇپ كېلىدۇ).

**«إِنَّ أُسَامَةَ سَيُرَشَّحُ لِمَنْصَبٍ جَدِيدٍ هَامٍّ فِي مَعْهَدِنَا»:** ئۇسامە ئىنىستىتۇتىمىزدا مۇھىم بىر يېڭى ۋەزىپىگە نامزات قىلىپ كۆرسىتىلىدۇ.

**أَسَادَ يُسِيدُ إِسَادًا:** كېچىچە يول يۈردى.

**أَسَارَ يُسِيرُ إِسَارًا مِنَ الطَّعَامِ وَالشَّرَابِ:** ئاشۇرۇپ قويدى، قالدۇرۇپ قويدى.

**«إِذَا شَرِبْتُمْ فَأَسْئِرُوا» «حديث»:** سۇ ئىچسەڭلار ئازراق قالدۇرۇپ قويۇڭلار.

**أَسْأَمَ يُسْئِمُ إِسْآمًا:** زېرىكتۈردى.

**أَسْأَمَنِي حَدِيثُهُ:** ئۇنىڭ سۆزى مېنى زېرىكتۈردى.

**أَسْبَتَ يُسْبِتُ إِسْبَاتًا:** شەنبىگە داخىل بولدى، شەنبىگە ئۇلاشتى.

**أَسْبَحَ يُسْبِحُ إِسْبَاحًا:** سۇ ئۈزدۈردى، سۇ ئۈزگۈزدى.

**«أَسْبَحَ إِبْنَهُ الصَّغِيرَ فِي الْبِرْكَةِ»:** كىچىك ئوغلىنى كۆلچەكتە سۇ ئۈزگۈزدى.

**أَسْبَخَتْ يُسْبِخُ إِسْبَاخًا الأَرْضُ:** يەر شورلىشىپ كەتتى.

**أَسْبَرَ يُسْبِرُ إِسْبَارًا الْمَاءَ:** سۇنىڭ چوڭقۇرلىقىنى تەكشۈردى.

**أَسْبَطَ يُسْبِطُ إِسْبَاطًا:** داڭ قېتىپ تۇرۇپ قالدى، ھالاك ـ تالاك بولۇپ تۇرۇپ قالدى.

**أَسْبَعَ يُسْبِعُ إِسْبَاعًا الشَّيْءَ:** يەتتىگە ئايلاندۇردى، يەتتە قىلدى.

**أَسْبَعَ الْمَكَانُ:** يىرتقۇچ ھايۋانلار كۆپ بولدى.

**أَسْبَعَتِ الْحَامِلُ:** يەتتە ئايدا تۇغدى.

**أَسْبَعُوا:** يەتتىگە ئايلاندى، يەتتە بولدى.

**أَسْبَغَ يُسْبِغُ إِسْبَاغًا الشَّيْءَ:** كېڭەيتتى.

**«وَأَسْبَغَ عَلَيْكُمْ نِعَمَهُ ظَاهِرَةً وَبَاطِنَةً» «قرآن»:** سىلەرگە ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن (يەنى مادىي ۋە مەنىۋى) نېمەتلىرىنى كامالەتكە يەتكۈزۈپ بەردى.

**أَسْبَغَ وُضُوءَهُ:** تاھارەتنى تولۇق ئالدى.

**أَسْبَغَ اللهُ عَلَيْهِ نِعْمَتَهُ:** ئاللاھ ئۇنىڭغا بەرگەن نېمەتنى مۇكەممەللەشتۈردى.

**أَسْبَغَ عَلَيْهِ الْمَدِيحَ:** ئۇنى تازا مەدھىيىلىدى، ئۇنى راسا مەدھىيىلىدى.

**أَسْبَغَ الثَّوْبَ:** كىيىمنى كەڭ قىلدى.

**أَسْبَغَ عَلَيْهِ صِفَةً شَرْعِيَّةً:** ئۇيغۇنلاشتۇردى، قانۇنلاشتۇردى، مۇۋاپىقلاشتۇردى.

**أَسْبَغَ لَهُ فِي الْعَطَاءِ أَوِالنَّفَقَةِ:** ئۇنىڭغا كۆپلەپ بەردى، ئۇنىڭغا كۆپلەپ خەجلىدى.

**أَسْبَقَ يُسْبِقُ إِسْبَاقًا إِلَى الأَمْرِ:** ئالدىرىدى.

**أَسْبَقَ الرَّأْيَ أَوِالْقَرَارَ أَوْنَحْوَهُمَا:** پىكىر ياكى قارارنى پىكىتمەستىن بۇرۇن بىرلىككە كەلتۈرۈۋالدى.

**«أَسْبِقْ إِلَى الْخَيْرِ»:** ياخشى ئىش قىلىشقا ئالدىرا.

**أَسْبَقِيَّةٌ:** ئەۋزەللىك، ئۈستۈنلۈك؛ ئۆتۈپ كەتمەك.

**أَسْبَلَ يُسْبِلُ إِسْبَالاً:** (پەردىنى) چۈشۈرۈۋەتتى، (پەردىنى) ياپتى.

**أَسْبَلَ السِّتْرَ:** پەردىنى چۈشۈرۈۋەتتى.

**أَسْبَلَ الْمَاءَ:** تۆكتى، كۆمتۈردى.

**أَسْبَلَ الدَّمْعَ:** ياش تۆكتى.

**أَسْبَلَ الزَّرْعُ:** زىرائەت باشاق چىقاردى.

**أَسْبَلَ أَهْدَابَهُ:** قاپىقىنى تۈردى.

**أَسْبَلَ الْمَطَرُ:** يامغۇر چۈشتى، يامغۇر تۆكۈلدى.

**أَسْبَلَتِ الْعَيْنُ:** كۆزىدىن ياش ئاقتى، كۆزىدىن ياش تۆكۈلدى.

**أَسْبَلَتِ السَّمَاءُ:** يامغۇر تۆكتى، يامغۇر قۇيۇۋەتتى.

**أَسْبَلَتِ الطَّرِيقُ:** ئۆتكۈچىلەر كۆپ بولدى، يولۇچىلار كۆپ بولدى.

**زَرْعٌ أَسْبَلُ:** ئۇزۇن باشاقلىق زىرائەت.

**أُسْبُوعٌ ج أَسَابِيعُ:** ھەپتە، بىر ھەپتە.

**«قَضَيْنَا أُسْبُوعًا فِي مِصْرَ»:** بىر ھەپتىنى مىسىردا ئۆتكۈزدۇق.

**«فِي كُلِّ أُسْبُوعٍ أُطَالِعُ كِتَابًا عِلْمِيًّا ثُمَّ قِصَّةً»:** ھەر ھەپتىدە بىردىن ئىلمىي كىتاب ئاندىن بىردىن ھېكايە ئوقۇپ تۇرىمەن.

**أُسْبُوعِيٌّ. أُسْبُوعِيًّا:** ھەر ھەپتە، ھەپتىسىگە، ھەپتىدە بىر قېتىم.

**أَسْبِيدَاجٌ:** قوغۇشۇن، قىرىنداشنىڭ سىياھى.

**إِسْتٌ ج أَسْتَاهٌ:** مەقئەت.

**كَانَ كَذَا عَلَى اسْتِ الدَّهْرِ:** ئەۋۋەلدە، ئاۋۋالقى زامانلاردا.

**إِسْتُ الشَّخْصِ:** مەقئەتى.

**اِبْنُ إِسْتِهَا:** دېدەكنىڭ بالىسى، ھارامدىن بولغان، يوتقان تېشىدىن بولغان.

**اِسْتَاءَ يَسْتَاءُ إِسْتِيَاءً:** رەنجىدى، ئاغرىندى، خاپا بولدى، نارازى بولدى.

**«اِسْتَاءَ مِنْ تَصَرُّفِكَ»:** سېنىڭ قىلمىقىڭدىن يۈرىكى سىقىلدى.

**أُسْتَاذٌ ج أَسَاتِذَةٌ وَأَسَاتِيذُ:** مۇئەللىم، ئۇستاز، ئوقۇتقۇچى، پروفېسسور؛ ئەپەندى.

**أُسْتَاذٌ مُسَاعِدٌ:** دوتسېنت.

**اَلْأُسْتَاذُ الْأَكْبَرُ:** ئەزھەر داشۆسىنىڭ مۇدىرى.

**«هَذَا الْعَامِلُ أُسْتَاذٌ فِي تَصْلِيحِ السَّيَّارَاتِ»:** بۇ ئىشچى ماشىنىلارنى رېمونت قىلىشقا ماھىر.

**«اَلْأَسَاتِذَةُ لَا يَتْرُكُونَ الْعَهْدَ أَبَدًا»:** ئوقۇتقۇچىلار ۋەدىسىدە چىڭ تۇرىدۇ.

**أُسْتَاذِيَّةٌ:** پروفېسسورلۇق ئۇرۇن.

**«مَنْصَبُ الْأُسْتَاذِيَّةِ فَوْقَ كُلِّ الْمَنَاصِبِ الْمَدَنِيَّةِ»:** ئۇستازلىق مەرتىۋە بولسا بارلىق مەمۇرىي مەنسەپلەردىن ئۈستۈندۇر.

**اِسْتَاقَ يَسْتَاقُ إِسْتِيَاقًا:** قىلىچۋازلىق قىلدى، قىلىچۋازلىق قىلىشتى، قىلىچۋازلىق جېڭى قىلىشتى.

**اِسْتَاقَ يَسْتَاقُ إِسْتِيَاقًا الْمَاشِيَةَ:** ئۇلاغنى ھەيدىدى.

**اِسْتَاكَ يَسْتَاكُ إِسْتِيَاكًا:** مىسۋاك قىلدى، چوتكىلىدى.

**اِسْتَامَ يَسْتَامُ إِسْتِيَامًا بِالسِّلْعَةِ:** سودىلاشتى، باھا ئۈستىدە تالاش - تارتىش قىلىشتى.

**اَلْآسْتَانَةُ الْعَلِيَّةُ:** ئىستانبول.

**إِسْتِئْثَارٌ:** ھاكاۋۇرلۇق، چوڭچىلىق، ئەپساندىيەتچىلىك، ماختانچاقلىق، مەنپەئەتپەرەستلىك، شەخسىيەتچىلىك.

**اِسْتَأْثَرَ يَسْتَأْثِرُ إِسْتِئْثَارًا بِكَذَا:** يالغۇز ئىگىلىۋالدى، ئۆز چاڭگىلىغا ئېلىۋالدى.

**اِسْتَأْثَرَ اللّٰهُ بِهِ:** ئۆلدى، ۋاپات بولدى.

**«يَسْتَأْثِرُ الْبَخِيلُ بِمَالِهِ»:** بېخىل قولىدىكى نەرسىنىڭ ھەممىسىنى يالغۇز ئۆزىنىڭ قىلىۋالدى.

**إِسْتِئْجَارٌ:** ياللىماق.

**إِسْتِئْجَارُ الْأَيْدِي الْعَامِلَةِ:** ئەمگەك كۈچى يالالاش.

**اِسْتَأْجَرَ يَسْتَأْجِرُ إِسْتِئْجَارًا:** ياللىدى.

**«إِنَّ خَيْرَ مَنِ اسْتَأْجَرْتَ الْقَوِيُّ الْأَمِينُ» (قرآن):** بۇ سەن ئىشلەتكەنلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر، كۈچلۈك ئىشەنچلىكتۇر.

**اِسْتَأْجَرَ الْبَيْتَ:** ئۆينى ئىجارىگە ئالدى.

**«إِسْتَأْجَرْتُ شُقَّةً مَفْرُوشَةً مُتَكَوِّنَةً مِنْ أَرْبَعِ غُرَفٍ»:** تۆت بۆلمىدىن تەركىب تاپقان، جاھازلانغان بىر يۈرۈش ئۆينى ئىجارىگە ئالدىم.

**اِسْتَأْجَلَ يَسْتَأْجِلُ إِسْتِئْجَالاً:** ئۇزارتىشنى تەلەپ قىلدى.

«إِسْتَأْجَلَ الطُّلَّابُ الْإِمْتِحَانَ» : ئوقۇغۇچىلار ئىمتىھاننى كېچىكتۈرۈشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَأْخَرَ يَسْتَأْخِرُ إِسْتِئْخَارًا:** كېچىكتى، ئارقىدا قالدى.

«فَإِذَا جَاءَ أَجَلُهُمْ لَايَسْتَأْخِرُونَ سَاعَةً وَلَايَسْتَقْدِمُونَ» «قرآن» : ئۇلارنىڭ ئەجىلى كەلگەندە قىلچە ۋاقىتمۇ كېچىكتۈرۈلمەيدۇ ۋە قىلچە ۋاقىتمۇ ئىلگىرى سۈرۈلمەيدۇ.

**إِسْتَأْذَنَ يَسْتَأْذِنُ إِسْتِئْذَانًا:** ئىجازەت سورىدى، رۇخسەت سورىدى.

**أَسْتَأْذِنُكُمْ:** سىلەر بىلەن خوشلىشاي، خەير - خوش.

«فَإِذَا اسْتَأْذَنُوكَ لِبَعْضِ شَأْنِهِمْ فَأْذَنْ لِمَنْ شِئْتَ مِنْهُمْ» «قرآن» : بەزى شەخسى ئىش ئۈچۈن ئۇلار سەندىن ئىجازەت سورىسا ئۇلارنىڭ ئىچىدىن سەن خالىغان ئادەمگە ئىجازەت بەرگىن.

«عَلَيْكَ أَنْ تَسْتَأْذِنَ قَبْلَ أَنْ تَدْخُلَ» : كىرىشتىن بۇرۇن ئىجازەت سورىشىڭ كېرەك.

**إِسْتَأْسَدَ يَسْتَأْسِدُ إِسْتِئْسَادًا الرَّجُلُ:** يولۋاستەك باتۇر بولدى.

**إِسْتَأْسَدَ عَلَيْهِ:** جۈرئەتلىك بولدى، ھۇجۇم قىلدى.

**إِسْتَأْسَدَ الْقَوْمَ:** مەسلىھەت سالدى، مەسلىھەت بەردى.

**إِسْتَأْسَرَ يَسْتَأْسِرُ إِسْتِئْسَارًا:** ئەسىر ئالدى.

**إِسْتَأْشَمَ يَسْتَأْشِمُ إِسْتِئْشَامًا:** ئۈمىدسىزلەندى.

**إِسْتَأْصَلَ يَسْتَأْصِلُ إِسْتِئْصَالًا:** يۇلىۋەتتى، قومۇرۇۋەتتى.

«إِسْتَأْصَلَ الزَّائِدَةَ الدُّودِيَّةَ» : سوقۇر ئۈچەينى ئوپېراتسىيە قىلىپ ئېلىۋەتتى.

«إِسْتَأْصَلَ شَأْفَةَ الْمُتَمَرِّدِينَ» : توپىلاڭچىلارنى تەلتۆكۈس يوقاتتى.

**إِسْتَأْصَلَ الشَّجَرَةَ:** قومۇردى، دەرەخنى قومۇردى.

«إِسْتَأْصَلَ الطَّبِيبُ الْوَرَمَ» : دوختۇر ئوپېراتسىيە قىلىپ ئىششىقنى ئېلىۋەتتى.

**إِسْتَأْصَلَ الْعِلَّةَ:** تۈپتىن ساقايتتى، تۈپتىن ئېلىپ تاشلىدى.

«لَقَدِ اسْتُؤْصِلَتِ الْأَعْشَابُ كُلُّهَا مِنَ الْفَنَاءِ» : ھويلىدىكى ئوت - چۆپلەرنىڭ ھەممىسى قومۇرۇپ تاشلاندى.

**إِسْتِثْمَارَةٌ ج إِسْتِئْمَارَاتٌ:** جەدۋەل، سخېما.

«إِمْلَأْ هَذِهِ الْإِسْتِئْمَارَةَ مِنْ فَضْلِكَ» : بۇ جەدۋەلنى تولدۇرۇۋەتسىڭىز.

**إِسْتَأْنَفَ يَسْتَأْنِفُ إِسْتِئْنَافًا الْحُكْمَ:** ئۇ، ھۆكۈمنى قايتا قاراپ چىقىشنى تەلەپ قىلدى.

«صَمَتَ لَحْظَةً ثُمَّ اسْتَأْنَفَ الْحَدِيثَ» : بىر دەم سۈكۈت قىلغاندىن كېيىن سۆزنى قايتا باشلىدى.

**مَحْكَمَةُ الْإِسْتِئْنَافِ:** يۇقىرى سوت.

**قَاضِي اسْتِئْنَافٍ:** يۇقىرى كوللېگىيە ئەزاسى.

**إِسْتِئْنَافِيٌّ:** شىكايەت خاراكتېرلىك.

**جُمْلَةٌ إِسْتِئْنَافِيَّةٌ** «فِي النحو» : جۈملە ئىستىئنافىيە (ئىستىئنافنىڭ «واو» سى مەيلى كەلسۇن ياكى كەلمىسۇن يېڭىدىن باشلانغان جۈملە).

**إِسْتَأْنَسَ يَسْتَأْنِسُ إِسْتِئْنَاسًا:** كۆندى، مۇلايىملاشتى، ياۋاشلاشتى.

«لَا تَدْخُلُوا بُيُوتًا غَيْرَ بُيُوتِكُمْ حَتَّى تَسْتَأْنِسُوا وَتُسَلِّمُوا عَلَى أَهْلِهَا» «قرآن» : باشقىلارنىڭ ئۆيلىرىگە ئىجازەت سورىمىغىچە ۋە ئۆي ئىگىسىگە سالام بەرمىگىچە كىرمەڭلار.

**إِسْتَأْنَسَ الْحَيَوَانُ:** ھايۋان كۆندى.

**إِسْتَأْنَسَ الزَّائِرُ:** رۇخسەت سورىدى، ئىجازەت سورىدى.

**إِسْتَأْنَسَ بِرَأْيِهِ:** پىكرىنى ئالدى، مەسلىھەت سورىدى.

**إِسْتَأْنَسَ لَهُ:** زەن قويۇپ ئاڭلىدى.

**إِسْتَأْنَى يَسْتَأْنِي إِسْتِئْنَاءً:** كۈتتى، كۈتۈپ تۇردى، ساقلاپ تۇردى، مۇنتەزىر بولدى؛ سۆرەلمىلىك قىلدى، ئېغىرلىق قىلدى، ئالدىراقسانلىق قىلمىدى.

**إِسْتَأْهَلَ يَسْتَأْهِلُ إِسْتِئْهَالًا الشَّيْءَ:** تېگىشلىك بولدى، لايىق بولدى.

**إِسْتَبَاحَ يَسْتَبِيحُ إِسْتِبَاحَةً دَمَهُ:** ئۆلتۈردى، قېنىنى تۆكتى، قانۇنلۇق ئۆلتۈردى، ئۆلتۈ-

رۇشكە رۇخسەت قىلدى.

**اِسْتَبَاحَ مَالَهُ:** مۇسادىرە قىلدى.

**اِسْتَبَاحَ الْقَوْمَ:** قىرىپ تاشلىدى.

**اِسْتِبَاحَةُ الْأَمْوَالِ:** مۇسادىرە قىلماق، تارتىۋال- ماق.

**اِسْتَبَالَ يَسْتَبِيلُ اِسْتِبَالَةً:** سىيگۈزدى، تۇستى.

**اِسْتَبَالَ الطَّبِيبُ الْمَرِيضَ:** تەكشۈرۈش ئۈچۈن سۈيدۈك بېرىشنى بۇيرىدى.

**اِسْتَبَانَ يَسْتَبِينُ اِسْتِبَانَةً الشَّيْءَ:** روشەن بولدى، ئېنىق بولدى.

**«وَكَذَلِكَ نُفَصِّلُ الْآيَاتِ وَلِتَسْتَبِينَ سَبِيلُ الْمُجْرِمِينَ» «قرآن»:** گۇناھكارلارنىڭ يولى ئاشكارا بولسۇن ئۈچۈن، ئايەتلىرىمىزنى روشەن بايان قىلىمىز.

**اِسْتَبَأَ يَسْتَبِئُ اِسْتِبَاءَةً الْجِلْدَ:** تېرە سويۇلدى.

**اِسْتِبْدَادٌ:** ئىستىبداتلىق قىلماق، زورلۇق قىلماق.

**اِسْتِبْدَادِيٌّ:** مۇستەبىتلىك.

**حُكْمٌ اِسْتِبْدَادِيٌّ:** ھاكىمموتلەقلىق.

**اِسْتِبْدَادِيَّةٌ:** مۇستەبىتلىك.

**اِسْتِبْدَالٌ:** ئۆزگەرتمەك، ئالماشتۇرماق، يەڭگۈش- لىمەك.

**اِسْتَبَدَّ يَسْتَبِدُّ اِسْتِبْدَادًا:** زالىملىق قىلدى، زورلۇق قىلدى، ئىستىبداتلىق قىلدى.

**«مَنِ اسْتَبَدَّ بِالرَّأْيِ هَلَكَ»:** كىمكى ئىستىب- داتلىق قىلسا ھالاك بولىدۇ، كىمكى زورلۇق بىلەن ئىش قىلسا، ھالاك بولىدۇ.

**اِسْتَبْدَلَ يَسْتَبْدِلُ اِسْتِبْدَالًا:** ئۆزگەرتتى، ئالماش- تۇردى، يەڭگۈشلىدى.

**اِسْتَبْدَلَ مَلَابِسَهُ:** كىيىمىنى يەڭگۈشلىدى.

**اِسْتَبَرَ يَسْتَبِرُ اِسْتِبَارًا الْجُرْحَ:** يارىنى تەكشۈر- دى.

**اِسْتَبْرَأَ يَسْتَبْرِئُ اِسْتِبْرَاءً:** ئاقلاشنى تەلەپ قىلدى.

**اِسْتَبْرَأَ مِنَ الْبَوْلِ:** تازىلىدى.

**اِسْتَبْرَأَ مِنَ الدَّيْنِ:** قەرزدىن خالاس بولۇشنى تەلەپ قىلدى.

**اِسْتَبْرَقٌ:** گۈللۈك تاۋار، دۇردۇن، چۇچۇنچە.

**«وَيَلْبَسُونَ ثِيَابًا خُضْرًا مِنْ سُنْدُسٍ وَإِسْتَبْرَقٍ» «قرآن»:** نېپىز ۋە قېلىن يىپەكتىن تىكىلگەن يېشىل كىيىملەرنى كىيىدۇ.

**اِسْتَبْرَكَ يَسْتَبْرِكُ اِسْتِبْرَاكًا بِالشَّيْءِ:** ياخشى پال ئالدى، بەرىكەت تەلەپ قىلدى.

**اِسْتَبْسَلَ يَسْتَبْسِلُ اِسْتِبْسَالًا:** جان پىدا قىلدى، جان تىكتى.

**اِسْتَبْشَرَ يَسْتَبْشِرُ اِسْتِبْشَارًا:** خۇش بولدى، خۇشال- لاندى.

**اِسْتَبْشَرَ صَدِيقَهُ:** دوستىغا خۇش خەۋەر يەتكۈزدى.

**«يَسْتَبْشِرُونَ بِنِعْمَةٍ مِنَ اللهِ وَ فَضْلٍ وَ أَنَّ اللهَ لَا يُضِيعُ أَجْرَ الْمُؤْمِنِينَ» «قرآن»:** ئۇلار ئاللاھ تەرىپىدىن بېرىلگەن نېمەت ۋە پەزلىنى، مۆمىنلەرنىڭ ئەجرىنى ئاللاھنىڭ بىكار قىلى- ۋەتمەيدىغانلىقى بىلەن خۇش خەۋەر بېرىشنى تىلەيدۇ.

**«اِسْتَبْشَرَ بِهِ خَيْرًا»:** ياخشىلىقنى بايقاپ ئۇنىڭدىن ياخشى پال ئالدى.

**اِسْتَبْشَعَ يَسْتَبْشِعُ اِسْتِبْشَاعًا الشَّيْءَ:** سەت دەپ قارىدى.

**اِسْتَبْصَرَ يَسْتَبْصِرُ اِسْتِبْصَارًا الشَّخْصَ:** كۆردى.

**اِسْتَبْصَرَ فِي الْأَمْرِ:** تەكشۈرۈپ تەتقىق قىلدى، دىققەت قىلىپ كۆزەتتى.

**اِسْتَبْضَعَ يَسْتَبْضِعُ اِسْتِبْضَاعًا فِي الْمَرْأَةِ:** خوتۇن ئالدى.

**اِسْتَبْضَعَ الشَّيْءَ:** مالنى ئۆزىنىڭ قىلدى.

**اِسْتَبْطَأَ يَسْتَبْطِئُ اِسْتِبْطَاءً:** ئاستا بولۇشنى تەلەپ قىلدى؛ ئاستا دەپ قارىدى.

**اِسْتَبْطَنَ يَسْتَبْطِنُ اِسْتِبْطَانًا الْأَمْرَ:** ئىچكى تەرە- پىنى تونىدى، بىلدى.

**اِسْتَبْطَنَ بِالْوَادِي:** جىلغىنى كەزدى.

**اِسْتَبْطَنَ السِّرَّ:** سىرنى يوشۇردى.

**اِسْتَبْعَدَ يَسْتَبْعِدُ اِسْتِبْعَادًا الْمَكَانَ:** يىراق ھېسابلىدى، يىراق ساندى؛ ئېلىپ تاشلىدى، چىقىرىپ تاشلىدى، قىسقارتتى.

**اِسْتَبَقَ يَسْتَبِقُ اِسْتِبَاقًا:** مۇسابىقىلەشتى.

**«وَاسْتَبَقَا الْبَابَ وَقَدَّتْ قَمِيصَهُ مِنْ دُبُرٍ» ‹قرآن›:** ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى (يۇسۇپ چىقىپ كېتىش ئۈچۈن، زۇلەيخا ئۇنى قايتۇرۇپ كېلىش ئۈچۈن) ئىشىككە قاراپ يۈگۈرۈشتى، (بۇ چاغدا) ئۇ (يەنى زۇلەيخا) يۇسۇپنىڭ كۆڭلىكىنى ئارقىسىدىن (تارتىپ) يىرتىۋەتتى.

**«قَالُوا يَا أَبَانَا إِنَّا ذَهَبْنَا نَسْتَبِقُ» ‹قرآن›:** ئۇلار: ئى ئاتىمىز! بىز يۈگۈرۈشكىلى كېتىپ قېلىپتۇق... دېيىشتى.

**إِسْتِبْقَاءٌ:** قالدۇرماق، ساقلىماق.

**إِسْتَبْقَى يَسْتَبْقِي إِسْتِبْقَاءً:** ساقلىدى، داۋام قىلدۇردى.

**إِسْتَبْكَى يَسْتَبْكِي إِسْتِبْكَاءً:** يىغا ـ زارە قىلدى، يىغلاتقۇلۇق قىلدى.

**إِسْتَبْكَى الشَّخْصَ:** يىغلاتتى.

**إِسْتَبْهَمَ يَسْتَبْهِمُ إِسْتِبْهَامًا عَلَيْهِ الْكَلَامُ:** سۆز ئۇنىڭغا مۇجمەل بولۇپ قالدى، سۆز ئۇنىڭغا ئېنىق بولمىدى.

**إِسْتَبَى يَسْتَبِي إِسْتِبَاءً الْعَدُوَّ:** دۈشمەننى ئەسىر ئالدى.

**إِسْتَبَى الْعَقْلَ:** مەپتۇن قىلدى، ئەقلى ـ ھوشىنى كەتكۈزۈۋەتتى، ھەيرەتتە قالدۇردى.

**إِسْتَبَى الرَّجُلَ:** پالىدى، سۈرگۈن قىلدى.

**إِسْتَتَابَ يَسْتَتِيبُ إِسْتِتَابَةً:** تەۋبە قىلىشقا ئۈندىدى، تەۋبە قىلىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَتَبَّ يَسْتَتِبُّ إِسْتِتَابًا الْأَمْرُ:** مۇقىملاشتى، تەرتىپ ئىزىغا كەلدى، ئوڭشالدى.

**«إِسْتَتَبَّ الْأَمْنُ وَالنِّظَامُ فِي الْبِلَادِ بَعْدَ وُقُوعِ الْإِضْطِرَابَاتِ الْأَخِيرَةِ»:** كېيىنكى مالىمانچىلىق يۈز بەرگەندىن كېيىن مەملىكەتتە تىنچلىق ۋە تەرتىپ ئورنىدى.

**إِسْتَتْبَعَ يَسْتَتْبِعُ إِسْتِتْبَاعًا:** ئەگىشىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَتْبَعَ الشَّيْءَ:** تەقەززا قىلدى، زۆرۈرىيەت بولۇپ قالدى.

**إِسْتَتَرَ يَسْتَتِرُ إِسْتِتَارًا:** يوشۇرۇندى.

**«وَمَا كُنْتُمْ تَسْتَتِرُونَ أَنْ يَشْهَدَ عَلَيْكُمْ سَمْعُكُمْ وَلَا أَبْصَارُكُمْ» ‹قرآن›:** سىلەر (دۇنيادىكى چېغىڭلاردا) قۇلۇقىڭلارنىڭ، كۆزۈڭلارنىڭ سىلەرنىڭ زىيىنىڭلارغا گۇۋاھلىق بېرىشىدىن ساقلانمىغان ئىدىڭلار...

**إِسْتَتَلَ يَسْتَتِلُ إِسْتِتَالًا الْقَوْمُ:** ئارقىمۇ ئارقا چىقتى، كەينى ـ كەينىدىن چىقتى.

**إِسْتَتَلَ الدَّمْعُ:** ياش تامچىلىدى.

**إِسْتَتْلَى يَسْتَتْلِي إِسْتِتْلَاءً الشَّخْصَ:** تەلەپ قىلدى.

**إِسْتِتْلَاهُ الشَّيْءَ:** ئۇنىڭغا ئەگەشتۈردى.

**إِسْتَتَمَّ يَسْتَتِمُّ إِسْتِتْمَامًا:** تۈگەتتى، تاماملىدى، تولۇقلىدى، تاماملاشنى تەلەپ قىلدى.

**«اَلْمَسْرَحِيَّةُ الْعَرَبِيَّةُ الْحَدِيثَةُ لَمْ تَسْتَتِمَّ جَمِيعَ عَنَاصِرِهَا»:** ئەرەب يېڭى تىياتىرچىلىقى ئۇنىڭ ھەممە ئېلېمېنتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئېلىپ كەتكىنى يوق.

**إِسْتَثَابَ يَسْتَثِيبُ إِسْتِثَابًا الْمَالَ:** مالنى قايتۇرۇۋالدى.

**إِسْتَثَابَ الرَّجُلَ:** ھەق تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَثَارَ يَسْتَثِيرُ إِسْتِثَارَةً:** قوزغىدى.

**«لَانَدِمَ مَنِ اسْتَشَارَ وَلَا عَالَ مَنِ اقْتَصَدَ» ‹حديث›:** مەسلىھەت بىلەن ئىش قىلغان ئادەم پۇشايمانغا قالمايدۇ، ئىقتىسادچانلىق بىلەن ئىش قىلغان ئادەم كەمبەغەللىشىپ قالمايدۇ.

**إِسْتِثَارَةٌ:** قوزغاش.

**إِسْتَثَارَ غَضَبَهُ:** غەزىپىنى قوزغىدى، غەزىپىنى كەلتۈردى.

**«دَعَا إِلَى مَنْعِ الْأَفْلَامِ الَّتِي تَعْتَمِدُ الْإِسْتِثَارَةَ الْجِنْسِيَّةَ»:** جىنسىي شەھۋەتنى قوزغايدىغان فىلىملەرنى چەكلەشكە دەۋەت قىلدى.

**إِسْتَثْبَتَ يَسْتَثْبِتُ إِسْتِثْبَاتًا فِي الْأَمْرِ أَوْمِنْهُ:** كېڭەشتى، تەتقىق قىلدى، قاراپ چىقتى.

**إِسْتَثْخَنَ يَسْتَثْخِنُ إِسْتِثْخَانًا مِنْهُ الْمَرَضُ:** غالىپ كەلدى، بېسىپ چۈشتى.

**إِسْتَثْقَلَ يَسْتَثْقِلُ إِسْتِثْقَالًا الشَّيْءُ:** ئېغىر بولدى، ئېغىرلاشتى.

**إِسْتَثْقَلَ الشَّيْءَ:** ئېغىر سانىدى.

**إِسْتَثْقَلَ فِي النَّوْمِ:** ئۇيقۇغا غەرق بولۇپ كەتتى.

**إِسْتَثْقَلَ الشَّخْصُ:** ئۇنىڭدىن تويۇپ كەتتى، ئۇنىڭدىن زېرىكىپ كەتتى.

**إِسْتِثْمَارٌ:** پايدىلانماق، مەبلەغ سالماق، ئېكسپېلاتاتسىيە قىلماق.

**إِسْتِثْمَارُ الْإِنْسَانِ لِإِنْسَانٍ:** ئادەمنىڭ ئادەمنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشى.

**إِسْتِثْمَارُ الْقُوَّةِ الْعَامِلَةِ:** ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش.

**مَصَارِيْفُ إِسْتِثْمَارٍ:** چىقىم، خىراجەت، راسخوت.

**«يَحْرِصُ جِدًّا الْحَرْصِ عَلَى اسْتِغْلاَلِهِ وَاسْتِثْمَارِهِ»:** ئۇ ئۇنىڭدىن پايدىلىنىشقا ۋە ئۇنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىشقا تولىمۇ ئامراق.

**إِسْتَثْمَدَ يَسْتَثْمِدُ إِسْتِثْمَادًا الْمَاءَ:** كۆلچەك سۇ چىقاردى.

**إِسْتَثْمَدَهُ:** تىلەمچىلىك قىلدى، دىۋانىچىلىك قىلدى، قەلەندەرچىلىك قىلدى.

**إِسْتَثْمَرَ يَسْتَثْمِرُ إِسْتِثْمَارًا الْمَالَ فِي كَذَا:** مەبلەغ سالدى.

**«إِسْتَثْمَرَ رَأْسَ مَالِهِ فِي التِّجَارَةِ»:** ئۆزىنىڭ مال - دۇنياسىنى تىجارەتكە مەبلەغ قىلىپ سالدى.

**إِسْتَثْمَرَ الْجُهْدَ:** پايدىلاندى، ئىشلەتتى، ئىشقا سالدى، سۇيىئىستېمال قىلدى.

**«إِسْتَثْمَرَ بَعْضُ الْحُكَّامِ مَفْهُومَ الْخِلاَفَةِ الدِّينِيَّةِ أَبْشَعَ إِسْتِثْمَارٍ»:** بەزى ھۆكۈمرانلار دىنىي خەلىپىلىكنى سۇيىئىستېمال قىلدى.

**إِسْتَثْمَرَ الْمَرْءُ:** مەبلەغ سالدى.

**إِسْتِثْنَاءٌ:** چىقىرىۋېتىمەك، ئاجرىتىۋېتىمەك.

**«تُفَحَّصُ نَوْعِيَّةُ الْمُنْتَجَاتِ كُلُّهَا بِلاَاسْتِثْنَاءٍ قَبْلَ أَنْ تُغَادِرَ الْمَصْنَعَ»:** زاۋۇتتىن چىقىشتىن بۇرۇن مۇستەسناسىز رەۋىشتە مەھسۇلاتلارنىڭ سۈپىتى تەكشۈرۈلىدۇ.

**«أَدْرُسُ سَاعَةً وَنِصْفَ كُلَّ يَوْمٍ مَسَاءً بِاسْتِثْنَاءِ يَوْمِ السَّبْتِ»:** شەنبە كۈنىنى ھېسابلىمىغاندا ھەر كۈنى كەچ بىر يېرىم سائەت ئۆگىنىمەن.

**حَادِثٌ إِسْتِثْنَائِيٌّ:** پەۋقۇلئاددە ۋەقە.

**إِسْتَثْنَى يَسْتَثْنِي إِسْتِثْنَاءً الشَّيْءَ:** مۇستەسنا قىلدى، ئايرىۋەتتى، چىقىرىۋەتتى.

**«إِذْ أَقْسَمُوا لَيَصْرِمُنَّهَا مُصْبِحِيْنَ وَلاَيَسْتَثْنُوْنَ» ‹قرآن›:** ئۇلار (يەنى باغنىڭ ئىگىلىرى) ئۇنىڭ مېۋىلىرىنى (كەمبەغەللەر ئۇقمىسۇن، ئۇلارغا ھېچنەرسە بەرمەيلى دېيىشىپ) سەھەردىلا ئۈزۈۋېلىشقا قەسەم ئىچىشكەندى. ئۇلار خۇدا خالىسا دېمىگەندى.

**إِسْتَثْنَى فُلاَنًا وَعَلَى فُلاَنٍ:** خالاس قىلدى، ئازاد قىلدى، كەچۈرۈم قىلدى، ئېلىپ تاشلىدى.

**إِسْتَجَابَ يَسْتَجِيبُ إِسْتِجَابَةً لَهُ:** ھاجىتىنى راۋا قىلدى.

**«إِذْ تَسْتَغِيثُوْنَ رَبَّكُمْ فَاسْتَجَابَ لَكُمْ أَنِّي مُمِدُّكُمْ بِأَلْفٍ مِنَ الْمَلاَئِكَةِ مُرْدِفِيْنَ» ‹قرآن›:** ئۆز ۋاقتىدا (دۇئا قىلىپ) پەرۋەردىگارىڭلاردىن ياردەم تىلىدىڭلار، ئاللاھ: «سىلەرگە ئارقىمۇ ئارقا (چۈشىدىغان) مىڭ پەرىشتە بىلەن ياردەم بېرىمەن» دەپ دۇئايىڭلارنى ئىجابەت قىلدى.

**إِسْتَجَابَ اللّٰهُ فُلاَنًا:** ئاللاھ دۇئاسىنى قوبۇل قىلدى.

**«فَلْيَسْتَجِيْبُوا لِي» ‹قرآن›:** ئۇلار مېنىڭ دەۋىتىمنى قوبۇل قىلسۇن.

**إِسْتِجَابَةٌ:** ئاۋاز قوشۇش، قوشۇلۇش، جاۋاب تەلەپ قىلماق، ئاۋاز قوشۇش يۈزىسىدىن، قوشۇلۇش يۈزىسىدىن، جاۋاب تەلەپ قىلىش يۈزىسىدىن.

**إِسْتِجَابَةً لِطَلَبِهِ:** تەلىپىگە ئاۋاز قوشۇش يۈزىسىدىن، قوشۇلۇش يۈزىسىدىن.

**إِسْتَجَادَ يَسْتَجِيدُ إِسْتِجَادَةً الشَّيْءَ:** ياخشى ھېسابلىدى، ياخشى دەپ بايقىدى؛ سېخىلىقنى تەلەپ قىلدى.

**«رَأَيْتُ مِنْ عُلَمَائِنَا مَنْ يَسْتَجِيْدُ الشِّعْرَ السَّخِيْفَ لِتَقَدُّمِ قَائِلِهِ»:** ئۆلىمالىرىمىز ئارىسىدا شېئىردا مۇۋەپپەقىيەت قازانغۇچىنىڭ ناچار شېئىرىنىمۇ ياخشى ھېسابلايدىغانلىقىنى كۆردۈم.

**إِسْتَجَارَ يَسْتَجِيرُ إِسْتِجَارَةً:** پاناھلىق تىلىدى، ئامانلىق تىلىدى.

**«وَإِنْ أَحَدٌ مِنَ الْمُشْرِكِينَ اسْتَجَارَكَ فَأَجِرْهُ حَتَّى يَسْمَعَ كَلاَمَ اللّٰهِ» ‹قرآن›:** ئەگەر مۇشرىكلاردىن بىرەر كىشى سەندىن ئامانلىق تىلىسە،

تاكى ئۇ ئاللاھنىڭ كالامىنى ئاڭلىغانغا قەدەر ئۇنىڭغا ئامانلىق بەرگىن.

**إِسْتَجَازَ يَسْتَجِيزُ إِسْتِجَازَةً الرَّجُلَ:** رۇخسەت سورىدى.

**إِسْتَجَاشَ يَسْتَجِيشُ إِسْتِجَاشَةً:** قوشۇننى يىغدى، قوشۇننى توپلىدى، ئەسكەر ئالدى.

**«إِسْتَجَاشَ أَقْطَارَ أَرْضِهِ فَجَمَعَ جَيْشًا جَرَّارًا»:** ئۇز يېرىنىڭ ئەتراپىدىن قوشۇن ئالدى، شۇنىڭ بىلەن زور قوشۇن يىغدى.

**إِسْتَجْدَى يَسْتَجْدِي إِسْتِجْدَاءً:** مەنپەئەت تەلەپ قىلدى.

**«يُؤْلِمُنِي مَنْظَرُ الْفُقَرَاءِ يَسْتَجْدُونَ النَّاسَ فِي الشَّوَارِعِ وَالْمَحَلَّاتِ الْعَامَّةِ»:** كوچىلاردا ۋە ئاممىۋى سورۇنلاردا تىلەمچىلىك قىلىدىغان نامراتلارنىڭ كۆرۈنۈشى مېنى ئازابلايدۇ.

**«طَرَحَ النِّقَاشَ جَانِبًا إِسْتِجْلَابًا لِرَاحَةِ النَّفْسِ»:** جاننىڭ راھىتىنى تىلەش يۈزىسىدىن ۋە تالاش-نى قايرىپ قويدى.

**إِسْتَجْلَبَ يَسْتَجْلِبُ إِسْتِجْلَابًا السِّلَعَ:** ئىمپورت قىلدى، سىرتتىن كىرگۈزدى.

**إِسْتَجْلَى يَسْتَجْلِي إِسْتِجْلَاءَ الشَّيْءَ:** يورۇتتى، ئاچتى، روشەنلەشتۈردى.

**دَارُ الْإِسْتِجْمَامِ:** دەم ئېلىش ئۆيى، ساناتورىيە.

**إِسْتَجْمَرَ يَسْتَجْمِرُ إِسْتِجْمَارًا الرَّجُلُ:** چوڭ تاھا-رەت قىلغاندىن كېيىن تاش ئىشلەتتى.

**إِسْتَجْمَعَ يَسْتَجْمِعُ إِسْتِجْمَاعًا السَّيْلُ:** سەل توپلاندى، يىغىلدى، سۇ جاي - جايدىن كېلىپ توپلاندى.

**إِسْتَجْمَعَ الْقَوْمُ:** ئەتراپتىن يىغىلدى.

**«كَانَ يَشْعُرُ بِتَعَبٍ شَدِيدٍ وَلَكِنَّهُ اسْتَجْمَعَ قُوَاهُ وَوَاصَلَ السَّيْرَ»:** ئۇ قاتتىق چارچىغانىدى، لېكىن ئۇ كۈچىنى توپلاپ مېڭىشنى داۋاملاش-تۇردى.

**إِسْتَجْمَلَ يَسْتَجْمِلُ إِسْتِجْمَالًا الشَّيْءَ:** چىرايلىق سانىدى.

**إِسْتَجَمَّ يَسْتَجِمُّ إِسْتِجْمَامًا:** دەم ئالدى، ئارام ئالدى.

**إِسْتَجَمَّ عَافِيَتَهُ:** سالامەتلىكىنى ئەسلىگە كەلتۈر-دى.

**إِسْتَجَمَّ الشَّيْءُ:** كۆپەيدى.

**«آنَ لَهُ أَنْ يَسْتَجِمَّ قَلِيلًا بَعْدَ طُولِ الْعَنَاءِ»:** ئۇ ئۇزۇن جاپا تارتقاندىن كېيىن ئۇنىڭغا ئاز - تولا دەم ئېلىش ۋاقتى كەلدى.

**إِسْتَجْهَلَ يَسْتَجْهِلُ إِسْتِجْهَالًا:** نادان سانىدى، نادان دەپ قارىدى، بىلىمسىز دەپ قارىدى، بىلىمسىز ھېسابلىدى.

**إِسْتَجْوَبَ يَسْتَجْوِبُ إِسْتِجْوَابًا:** سوراق قىلدى.

**«يَتَعَرَّضُ الْمُعْتَقَلُونَ لِأَنْوَاعِ التَّعْذِيبِ وَالْمَهَانَةِ خِلَالَ عَمَلِيَّاتِ اسْتِجْوَابِهِمْ»:** قولغا ئېلىنغان-لار سوراق قىلىنىش جەريانىدا تۈرلۈك قىيىن-قىستاق ۋە خورلۇقلارغا ئۇچرايدۇ.

**إِسْتَحَا يَسْتَحِي إِسْتِحَاءً:** چاچنى ئالدى، چاچنى چۈشۈرۈۋەتتى.

**إِسْتَحَاثَ يَسْتَحِيثُ إِسْتِحَاثَةً:** ئاچتى، كولىدى، قارىدى.

**إِسْتَحَاثَ الشَّيْءَ:** چىقاردى.

**إِسْتَحَالَ يَسْتَحِيلُ إِسْتِحَالَةً الشَّيْءُ:** ئۆزگەردى.

**إِسْتَحَالَ الْأَمْرُ:** مۇمكىن بولمىدى.

**إِسْتِحَالَةٌ:** مۇمكىن بولماسلىق؛ ئۆزگەرمەك، ئۆزگەرتمەك.

**إِسْتَحَانَ يَسْتَحِينُ إِسْتِحَانَةً:** پۇرسەت كۈتتى.

**إِسْتَحَبَ يَسْتَحِبُ إِسْتِحَابًا:** بىللە بولدى، ھەمراھ بولدى.

**إِسْتَحَبَ الْكَسَلَ:** ھورۇنلۇقنى ئادەت قىلىۋالدى.

**إِسْتَحَبَّ يَسْتَحِبُّ إِسْتِحْبَابًا:** ياخشى كۆردى، خۇشتار بولدى.

**«ذَلِكَ بِأَنَّهُمُ اسْتَحَبُّوا الْحَيَاةَ الدُّنْيَا عَلَى الْآخِرَةِ»** «قۇرئان»: بۇ (يەنى ئازاب) ئۇلارنىڭ دۇنيا تىرىكچىلىكىنى ئاخىرەتتىن ئارتۇق كۆرگەن-لىكلىرى ئۈچۈندۇر.

**إِسْتَحَبَّ الشَّيْءَ:** ئۇنى ئارتۇق كۆردى، ئەۋزەل كۆردى.

**إِسْتَحَثَّ يَسْتَحِثُّ إِسْتِحْثَاثًا عَلَى الْأَمْرِ:** ھەر-كەتلەندۈردى، سەپەرۋەر قىلدى، رىغبەتلەن-دۈردى، قىزىقتۇردى، ئىلھاملاندۇردى، قوزغى-دى، قۇتراتتى.

**«إِسْتَحَثَّ حَمَاسَةَ النَّاسِ»**: كىشىلەرنىڭ قىزغىنلىقىنى قوزغىدى.

**«إِسْتَحَثَّ تَلَامِيذَهُ عَلَى السَّعْيِ الْجَادِّ»**: شاگىرتلىرىنى ئەستايىدىل تىرىشىشقا ھەرىكەتلەندۈردى.

**إِسْتَحْجَرَ يَسْتَحْجِرُ إِسْتِحْجَارًا الشَّيْءُ**: تاشقا ئايلاندى، تاشتەك قېتىپ كەتتى.

**إِسْتَحْدَثَ يَسْتَحْدِثُ إِسْتِحْدَاثًا**: پەيدا قىلدى، ئىجاد قىلدى، ياراتتى، ياسىدى.

**«إِسْتَحْدَثَ الْإِسْتِعْمَارُ حُدُوْدًا جَدِيدَةً»**: جاھانگىرلىك يېڭى چېگرىلارنى پەيدا قىلدى.

**إِسْتَحْدَثَ الْأَمْرَ**: يېڭى دەپ قارىدى، يېڭى ھېسابلىدى.

**إِسْتَحَرَّ يَسْتَحِرُّ إِسْتِحْرَارًا الْقِتَالُ**: جەڭ قاتتىق بولدى، ئۇرۇش كەسكىن بولدى (كەسكىنلەشتى).

**إِسْتَحْرَمَ يَسْتَحْرِمُ إِسْتِحْرَامًا**: ھارام ھېسابلىدى.

**«يَسْتَحْرِمُ الْمُسْلِمُ شُرْبَ الْخَمْرِ وَالْقِمَارَ وَأَخْذَ الرِّبَا»**: مۇسۇلمان ھاراق ئىچىش، قىمار ئويناش ۋە جازانە ئېلىشنى ھارام ھېسابلايدۇ.

**إِسْتَحْسَنَ يَسْتَحْسِنُ إِسْتِحْسَانًا**: ياخشى ساندى، ياخشى ھېسابلىدى، ياخشى دەپ بىلدى.

**إِسْتَحْصَلَ يَسْتَحْصِلُ إِسْتِحْصَالاً**: ئىگە بولدى، ئېرىشتى، ھاسىل بولدى؛ خۇلاسىلىدى.

**إِسْتِحْضَارٌ**: چاقىرماق، ھازىر قىلماق، تەييارلىماق.

**إِسْتِحْضَارُ الْأَرْوَاحِ**: ئۆلگەنلەرنىڭ روھىنى چاقىرماق.

**إِسْتَحْضَرَ يَسْتَحْضِرُ إِسْتِحْضَارًا**: ھازىرلىدى، ھازىر بولۇشنى تەلەپ قىلدى.

**«إِسْتَحْضَرَهُ أَمِيرُ الْمُؤْمِنِيْنَ بَيْنَ يَدَيْهِ بِمَحْضَرٍ مِنَ الْفُقَهَاءِ»**: ئەمىرۇل مۆمىنىن ئۇز ھۇزۇرىدىكى فىقھە ئۆلىمالىرى يىغىلىشىغا ئۇنىڭ كېلىشىنى تەلەپ قىلدى.

**«نَسْتَحْضِرُ الْمَاضِيَ لِنَسْتَخْلِصَ مِنْهُ الْعِبَرَ»**: بىز ئۆتمۈشنى ئۇنىڭدىن ئىبرەت ئېلىش ئۈچۈن ئەسلەيمىز.

**«إِسْتَحْضَرَ الْمَعَانِيَ»**: مەنىلەرنى ئەسلىدى.

**إِسْتَحَطَّ يَسْتَحِطُّ إِسْتِحْطَاطًا**: قويۇشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَحَطَّ مِنَ الثَّمَنِ**: باھا چۈشۈرۈشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَحْفَظَ يَسْتَحْفِظُ إِسْتِحْفَاظاً**: ساقلاشنى تەلەپ قىلدى، ساقلاشنى سورىدى.

**«إِسْتَحْفَظْتُ صَدِيقِي سِرِّي»**: مەن دوستۇمدىن سىرىمنى ساقلاشنى تەلەپ قىلدىم.

**إِسْتِحْقَاقٌ**: سالاھىيەت، لاياقەت؛ تېگىشلىك ھوقۇق.

**تَارِيْخُ الْإِسْتِحْقَاقِ**: قەرزنى بېرىش ۋاقتى، قايتۇرۇش ۋاقتى، ئاخىرقى كۈن.

**مَدَالِيَّةُ الْإِسْتِحْقَاقِ**: خىزمەت كۆرسىتىش مېدالى.

**إِسْتِحْقَاقُ دَفْعِ الدَّيْنِ**: قەرز تۆلەش ۋاقتىنىڭ توشۇشى، قەرز قايتۇرۇش ۋاقتىنىڭ توشۇشى.

**بِلَا اسْتِحْقَاقٍ**: تېگىشلىك بولمىغان ھالدا، لايىق بولمىغان ئەھۋالدا.

**بِغَيْرِ اسْتِحْقَاقٍ**: ھەقسىز رەۋىشتە، لايىق بولمىغان ھالدا.

**عَنِ اسْتِحْقَاقٍ**: مۇقەررەر، ئۇيغۇن، مۇۋاپىق، تېگىشلىك.

**وَقْتُ الْإِسْتِحْقَاقِ**: قەرەلى توشۇش.

**بِدُوْنِ إِسْتِحْقَاقٍ**: ھەقسىز، ئادالەتسىز؛ ھەقسىز رەۋىشتە.

**إِسْتَحْقَرَ يَسْتَحْقِرُ إِسْتِحْقَارًا**: كەمسىتتى.

**«مَايَزَالُ بَيْنَنَا مَنْ يَسْتَحْقِرُ الْقِيَامَ بِأَعْمَالٍ يَدَوِيَّةٍ وَيُفَضِّلُ التَّعْلِيْمَ النَّظَرِيَّ عَلَى التَّعْلِيْمِ الصِّنَاعِيِّ أَوِ الْمِهَنِيِّ»**: بىزنىڭ ئارىمىزدا قول بىلەن قىلىدىغان ئىشلارنى كەمسىتىدىغان، نەزەرىيە ئۆگىنىشنى سانائەت ۋە ھۈنەر ئۆگىنىشتىن ئارتۇق كۆرىدىغانلار يەنىلا بار.

**إِسْتَحَقَّ يَسْتَحِقُّ إِسْتِحْقَاقًا**: ئېرىشتى، ئىگە بولدى، لايىق بولدى، تېگىشلىك بولدى.

**«فَإِنْ عُثِرَ عَلَى أَنَّهُمَا اسْتَحَقَّا إِثْمًا فَآخَرَانِ يَقُومَانِ مَقَامَهُمَا»** «قرآن»: ئەگەر ئۇ ئىككى گۇۋاھچىنىڭ (يالغان گۇۋاھلىق بەرگەنلىك

ياكى مـراسقا خـيـيانەت قىلغانلىق) گۇناھى بىلىنسە، ئۇلارنىڭ ئورنىغا مىراس ئېلىشقا ئەڭ ھەقلىق بولغان ۋارىسلاردىن ئىككى كىشى گۇۋاھ بولىدۇ.

إِسْتَحَقَّ لَهُ كَذَا: ئۇنىڭغا تېگىشلىك بولدى.

«هَذَا كِتَابٌ يَسْتَحِقُّ الْقِرَاءَةَ»: بۇ ئوقۇشقا تېگىشلىك كىتاب.

«هَذَا لاَيَسْتَحِقُّ الذِّكْرَ»: بۇنى تىلغا ئېلىشقا ئەرزىمەيدۇ.

إِسْتَحَقَّ الذِّكْرَ: تىلغا ئېلىشقا لايىق بولدى.

إِسْتَحَقَّ الْإِهْتِمَامَ: كۆڭۈل بۆلۈشكە ئەرزىيدۇ.

إِسْتَحَقَّ الدَّيْنَ: بېرىش ۋاقتى يېقىنلاشتى.

إِسْتِحْكَامٌ ج إِسْتِحْكَامَاتٌ: قورغان، ئىستىھكام، مۇداپىئە قۇرۇلۇشى.

«عَزَّزَ الْجَيْشُ إِسْتِحْكَامَاتِهِ عَلَى الْحُدُودِ لِمُوَاجَهَةِ الْهُجُومِ الْمُتَوَقَّعِ»: ئارمىيە يۈز بېرىش ئېھتىمالى بولغان ھۇجۇمغا قارشى چېگرا ئۇستىدە ئىستىھكاملىرىنى كۈچەيتتى.

إِسْتَحْكَمَ يَسْتَحْكِمُ إِسْتِحْكَامًا الْأَمْرُ: پۇختا بولدى، مۇستەھكەم بولدى.

إِسْتَحْكَمَ الشَّخْصُ: ئادان بولدى.

«إِسْتَحْكَمَ عَلَيْهِ الْكَلاَمُ»: سۆز ئۇنىڭغا مۇجمەل بولدى، چۈشىنىكسىز بولدى.

إِسْتَحْلَبَ يَسْتَحْلِبُ إِسْتِحْلاَبًا: سىقىپ چىقاردى.

إِسْتَحْلَبَ الدَّوَاءَ: دورىنى شورىدى.

إِسْتَحْلَفَ يَسْتَحْلِفُ إِسْتِحْلاَفًا: قەسەم قىلدۇردى، قەسەم ئىچكۈزدى، قەسەم ئىچىشنى تەلەپ قىلدى.

«لاَ تَسْتَحْلِفْنِي بِالْأَشْيَاءِ الْمُقَدَّسَةِ لِأَنِّي أَعْرَفُ مِنْكَ بِأَسْرَارِهَا وَخَبَايَاهَا»: سەن مەندىن مۇقەددەس نەرسىلەر بىلەن قەسەم قىلىپ بېرىشنى تەلەپ قىلما، چۈنكى مەن ئۇلارنىڭ سىرلىرىنى ۋە ئۇلاردا يوشۇرۇنغان نەرسىلەرنى سەندىن ئوبدان بىلىمەن.

إِسْتَحْلَكَ يَسْتَحْلِكُ إِسْتِحْلاَكًا: قاپقاراڭغۇ بولۇپ كەتتى، قاراڭغۇ چۈشتى، زۇلمەت باستى.

إِسْتَحَلَّ يَسْتَحِلُّ إِسْتِحْلاَلاً: ھالال سانىدى، قانۇنلۇق سانىدى.

«تَسْتَحِلُّ قُوَى الشَّرِّ كُلَّ مُحَرَّمٍ فِي سَبِيلِ تَحْقِيقِ مَصَالِحِهَا وَأَطْمَاعِهَا»: يامان كۈچلەر ئۆزلىرىنىڭ پايدىسى ۋە مەقسىتىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يولىدا بارلىق ھارام ئىشلارنى ھالال دەپ ھېسابلايدۇ.

إِسْتَحْلَى يَسْتَحْلِي إِسْتِحْلاَءً الشَّيْءَ: ياخشى دەپ ھېسابلىدى، ياخشى دەپ قارىدى؛ تاتلىقلىقىنى ھېس قىلدى، تاتلىق ھېسابلىدى.

إِسْتِحْمَامٌ: يۇيۇنماق، مونچىغا چۈشمەك.

إِسْتَحْمَسَ يَسْتَحْمِسُ إِسْتِحْمَاسًا: تەسىرلەندى، ھاياجانلاندى.

إِسْتَحْمَقَ يَسْتَحْمِقُ إِسْتِحْمَاقًا: ئەخمەق بولدى.

إِسْتَحْمَلَ يَسْتَحْمِلُ إِسْتِحْمَالاً: چىدامىلىق بولدى، ئۆزىنى تۇتىۋالدى.

إِسْتَحْمَلَهُ: باشقىلارنىڭ كۆتۈرۈۋېلىشىنى، يۈدۈۋېلىشىنى سورىدى.

إِسْتَحَمَّ يَسْتَحِمُّ إِسْتِحْمَامًا: يۇيۇندى.

إِسْتَحْوَذَ يَسْتَحْوِذُ إِسْتِحْوَاذًا: ئىگىلىۋالدى، ئىشغال قىلىۋالدى.

إِسْتَحْوَذَ عَلَى فُلاَنٍ: يېڭىۋالدى، ئۈستۈن كەلدى.

إِسْتَحْوَذَ عَلَى الْإِعْجَابِ: ئالقىشقا ئېرىشتى.

«إِسْتَحْوَذَ عَلَيْهِمُ الشَّيْطَانُ فَأَنْسَاهُمْ ذِكْرَ اللهِ» ‹قۇرئان›: ئۇلارنىڭ ئۈستىدىن شەيتان غەلىبە قىلدى، (شەيتان) ئۇلارغا ئاللاھنىڭ زىكرىنى ئۇنتۇلدۇردى.

إِسْتَحْوَزَ يَسْتَحْوِزُ إِسْتِحْوَازًا: خەۋەردار بولدى، ئىگىلىدى.

إِسْتَحَى يَسْتَحِي إِسْتِحَاءً: خىجىل بولدى، ئىزا تارتتى.

إِسْتَحَى مِنْهُ: ئۇنىڭدىن خىجىل بولدى.

«وَاللَّهُ لاَيَسْتَحْيِي مِنَ الْحَقِّ» ‹قۇرئان›: ئاللاھ ھەق (نى ئېيتىش) تىن خىجىل بولمايدۇ.

إِسْتَحْيَا يَسْتَحْيِي إِسْتِحْيَاءً الرَّجُلَ: تارتىندى، ھايا قىلدى، خىجىل بولدى.

«إِنَّ اللَّهَ لاَ يَسْتَحْيِي أَنْ يَضْرِبَ مَثَلاً مَا بَعُوضَةً فَمَا فَوْقَهَا» ‹قۇرئان›: ئاللاھ ھەقىقەتەن پاشا ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كىچىك نەرسىلەرنى مىسال

قىلىپ كەلتۈرۈشتىن تارتىنىپ قالمايدۇ.

**إِسْتَحْيَا غَيْرَهُ:** تىرىك قالدۇردى.

**«وَإِذْ نَجَّيْنَٰكُمْ مِنْ آلِ فِرْعَوْنَ يَسُومُونَكُمْ سُوءَ الْعَذَابِ يُذَبِّحُونَ أَبْنَاءَكُمْ وَيَسْتَحْيُونَ نِسَاءَكُمْ»**

«قۇرئان»: ئۆز ۋاقتىدا سىلەرنى قاتتىق قىيىنىغان ئوغۇللىرىڭلارنى بوغۇزلاپ، قىزلىرىڭلارنى (ئىشقا سېلىش ئۈچۈن) تىرىك قالدۇرغان پىرئەۋن گۇرۇھىدىن سىلەرنى قۇتقۇزدۇق.

**عَلَى اسْتِحْيَاءٍ:** ئۇيۇلۇپ، خىجىل هالدا، ئىزا تارتىپ.

**«فَجَاءَتْهُ إِحْدَاهُمَا تَمْشِي عَلَى اسْتِحْيَاءٍ»**

«قۇرئان»: ئۇلارنىڭ بىرى مۇسانىڭ يېنىغا ئۇياتچانلىق بىلەن مېڭىپ كەلدى.

**إِسْتَحْيَنَ يَسْتَحْيِنُ إِسْتِحْيَانًا:** پۇرسەت كۈتتى.

**إِسْتَخَارَ يَسْتَخِيرُ إِسْتِخَارَةً:** ياخشىلىقنى تەلەپ قىلدى، تاللىدى.

**إِسْتَخَارَ اللّٰهَ:** ئاللاھ تائالادىن پايدىلىق ئىشقا مۇۋەپپەقىيەت تىلىدى.

**صَلَاةُ الْإِسْتِخَارَةِ:** ئىستىخارە نامىزى.

**إِسْتِخْبَارٌ:** تىڭ ـ تىڭلىماق.

**قَلَمُ الْإِسْتِخْبَارَاتِ:** ئاخبارات ئىدارىسى.

**اَلْإِسْتِخْبَارَاتُ الْعَسْكَرِيَّةُ:** ھەربىي ئاخبارات.

**إِدَارَةُ الْإِسْتِخْبَارَاتِ:** ئاخبارات ئىدارىسى.

**إِسْتَخْبَرَ يَسْتَخْبِرُ إِسْتِخْبَارًا الشَّخْصَ عَنْ كَذَا:** سۈرۈشتۈردى، ئىشنىڭ ماھىيىتىنى سورىدى.

**إِسْتِخْدَامٌ:** قوللانماق، ئىشلەتمەك، خىزمەتكە سالماق، ئىشقا سالماق.

**إِسْتِخْدَامُ الطَّاحُونَةِ الْيَدَوِيَّةِ:** يارغۇنچاق ئىشلىتىش.

**إِسْتَخْدَمَ يَسْتَخْدِمُ إِسْتِخْدَامًا:** قوللاندى، ئىشلەتتى، خىزمەتكە سالدى.

**«مِنَ السَّهْلِ أَنْ تَفْهَمَ هَذِهِ الْكَلِمَةَ وَلَكِنْ مِنَ الصَّعْبِ أَنْ تَسْتَخْدِمَهَا»:** بۇ سۆز چۈشىنىشلىك بولسىمۇ، لېكىن ئۇنى ئىشلىتىش قىيىن.

**إِسْتِخْرَاجٌ:** چىقارماق، چىقىشنى تەلەپ قىلماق؛ قازماق، ئاچماق.

**اَلصِّنَاعَةُ الْإِسْتِخْرَاجِيَّةُ:** كانچىلىق.

**إِسْتَخْرَجَ يَسْتَخْرِجُ إِسْتِخْرَاجًا:** چىقاردى، چىقىرىشقا ئۇرۇندى.

**«فَأَرَادَ رَبُّكَ أَنْ يَبْلُغَا أَشُدَّهُمَا وَيَسْتَخْرِجَا كَنْزَهُمَا»** «قۇرئان»: پەرۋەردىگارىڭ ئۇلارنىڭ چوڭ بولغاندا تام ئاستىدىكى خەزىنىسىنى چىقىرىۋېلىشىنى ئىرادە قىلدى.

**إِسْتَخْرَجَ الْمَعْدَنَ:** مەدەننى تازىلىدى، توپا تاشلاردىن ئايرىۋالدى.

**إِسْتَخْرَجَ الْمَسْأَلَةَ:** مەسىلىنى ھەل قىلدى، مەسىلىنى چۈشەندۈردى.

**إِسْتَخْرَطَ يَسْتَخْرِطُ إِسْتِخْرَاطًا فِي الْبُكَاءِ:** ئىسەدەپ يىغلىدى، ئۆكسۈپ يىغلىدى.

**إِسْتَخْزَى يَسْتَخْزِي إِسْتِخْزَاءً الرَّجُلُ:** خىجىل بولدى، ئۇيالدى، ئىزا تارتتى.

**إِسْتِخْفَاءٌ:** باشقىچە ياسانماق، مەخپى ۋە يوشۇرۇن گىرىم قىلماق؛ غوۋا، تۇتۇق.

**إِسْتِخْفَافٌ:** سەل قارىماق، سەل چاغلىماق، كۆزگە ئىلماسلىق، مەنسىتمەسلىك.

**إِسْتَخْفَرَ يَسْتَخْفِرُ إِسْتِخْفَارًا الْمَالِكَ حَارِسًا:** خوجايىن مۇھاپىزەتچىدىن ئۆزىنى مۇھاپىزەت قىلىشنى سورىدى.

**إِسْتَخَفَّ يَسْتَخِفُّ إِسْتِخْفَافًا:** سەل قارىدى، يەڭگىل ساندى؛ ئۆچمىدى.

**«فَاسْتَخَفَّ قَوْمَهُ فَأَطَاعُوهُ»** «قۇرئان»: پىرئەۋن قەۋمىنى گوللىغانلىقتىن، قەۋمى ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلدى.

**إِسْتَخَفَّ الشَّيْءَ:** يەڭگىل ساندى.

**إِسْتَخَفَّ بِهِ:** كۆزگە ئىلمىدى، مەنسىتمىدى.

**إِسْتَخْفَى يَسْتَخْفِي إِسْتِخْفَاءً مِنْهُ:** غايىب بولدى، يوشۇرۇندى.

**«يَسْتَخْفُونَ مِنَ النَّاسِ وَلَا يَسْتَخْفُونَ مِنَ اللّٰهِ»**

«قۇرئان»: ئۇلار (خىيانەتلىرىنى) ئىنسانلاردىن (خىجىل بولۇپ) يوشۇرىدۇ، ئاللاھدىن (خىجىل بولۇپ) يوشۇرمايدۇ.

**إِسْتِخْلاَصٌ:** تاللىماق، ئىلغىماق؛ خۇلاسىلىماق.

**إِسْتِخْلاَصُ الطَّاقَةِ الذَّرِّيَّةِ:** ئاتوم ئېنېرگىيىسىنى ئايرىپ چىقىماق.

**إِسْتَخْلَصَ يَسْتَخْلِصُ إِسْتِخْلاَصًا:** ئۆزىنىڭ قىلدۇردى؛ تاللىۋالدى، ئىلغىۋالدى.

**«وَقالَ الْمَلِكُ ائْتُونِي بِهِ أَسْتَخْلِصْهُ لِنَفْسِي»** ‹قرآن›: پادىشاھ: «يۇسۇپنى ئالدىمغا ئېلىپ كېلىڭلار، ئۇنى ئۆزۈمنىڭ خاس ئادىمىم قىلىمەن» دېدى.

**إِسْتَخْلَصَ الشَّيْءَ:** تاللىۋالدى، ئىلغىۋالدى.

**إِسْتَخْلَصَ نَتِيجَةً:** نەتىجىنى يەكۈنلىدى.

**إِسْتَخْلَصَ الصَّدِيقَ:** دوستىنى تاللىۋالدى.

**إِسْتَخْلَفَ يَسْتَخْلِفُ إِسْتِخْلاَفًا:** ئورۇن باسار قىلدى، ئورۇن باسار قىلىپ بېكىتتى، ۋارىس قىلدى.

**«وَعَدَ اللّٰهُ الَّذِيْنَ آمَنُوا مِنْكُمْ وَعَمِلُوا الصَّالِحَاتِ لَيَسْتَخْلِفَنَّهُمْ فِي الْأَرْضِ كَمَا اسْتَخْلَفَ الَّذِيْنَ مِنْ قَبْلِهِمْ»** ‹قرآن›: ئاللاھ ئىچىڭلاردىكى ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەرگە، ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى زېمىندا ھۆكۈمران قىلغاندەك، ئۇلارنىمۇ چوقۇم ھۆكۈمران قىلىشنى ۋەدە قىلدى.

**إِسْتَخْلَفَتِ الْأَرْضَ:** زېمىنغا ئورۇن باسار بولدى.

**إِسْتَخْوَنَ يَسْتَخْوِنُ إِسْتِخْوَانًا الشَّخْصَ:** خائىن ھېسابلىدى.

**إِسْتَدَارَ يَسْتَدِيرُ إِسْتِدَارَةً الشَّخْصُ:** ئايلاندى، چۆرگىلىدى.

**إِسْتَدَارَ الشَّيْءُ:** يۇمىلاق بولدى، دۈگىلەك بولدى.

**إِسْتَدَارَ لَهُ:** ... غا بۇرۇلدى.

**إِسْتَدَارَ عَلَى:** قايتتى.

**«بَعْدَ أَنْ تَحَدَّثَ مِنَ الشَّخْصِ الْوَاقِفِ خَلْفَهُ إِسْتَدَارَ وَتَابَعَ طَرِيقَهُ»**: ئۇ ئارقىسىدا تۇرغان ئادەم بىلەن سۆزلەشكەندىن كېيىن بۇرۇلۇپلا كېتىپ قالدى.

**إِسْتِدَارَةٌ:** دۈگىلەك، يۇمىلاق.

**إِسْتَدَامَ يَسْتَدِيمُ إِسْتِدَامَةً الشَّيْءَ:** داۋاملاشتۇردى، ئۇزاققىچە داۋاملاشتۇردى.

**إِسْتَدَامَ الرَّجُلُ الْأَمْرَ:** ئىغىر - بېسىق بولدى، سالماق بولدى، تەمكىن بولدى.

**إِسْتِدَامَةٌ:** داۋاملىشىشىنى تەلەپ قىلدى، داۋاملىشىشنى تىلىدى.

**«فَلاَ تَعْجَلْ بِأَمْرِكَ وَاسْتَدِمْهُ»**: ئىشىڭغا ئالدىرىماي، تەمكىن بولغىن.

**إِسْتَدَانَ يَسْتَدِينُ إِسْتِدَانَةً الشَّخْصُ:** نېسىگە ئالدى، قەرزگە ئالدى، قەرزدار بولدى.

**إِسْتَدْبَرَ يَسْتَدْبِرُ إِسْتِدْبَارًا:** ئارقىسىدىن كەلدى.

**إِسْتَدْبَرَ الْأَمْرَ:** خۇلاسە چىقاردى، يەكۈنلىدى.

**إِسْتِدْرَاكٌ:** تۈزىتىش.

**إِسْتَدْرَجَ يَسْتَدْرِجُ إِسْتِدْرَاجًا:** ئالدىدى، گوللىدى.

**«سَنَسْتَدْرِجُهُمْ مِنْ حَيْثُ لاَيَعْلَمُونَ»** ‹قرآن›: بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغانلارنى تۇيدۇرماستىن ئاستا - ئاستا ھالاكەتكە يېقىنلاشتۇرىمىز.

**إِسْتَدْرَجَ إِلَى الْإِقْرَارِ بِالْحَقِيقَةِ:** ھەقىقەتنى تونۇشقا ئاستا - ئاستا ئىقرار قىلدۇردى.

**إِسْتَدْرَجَ الرَّجُلَ:** مۆھلەت بەردى، ئازابلاشنى كېچىكتۈردى.

**إِسْتَدَرَّ يَسْتَدِرُّ إِسْتِدْرَارًا اللَّبَنَ:** سۈت ساغدى.

**إِسْتَدَرَّ عَطْفَهُ:** مېھىر - شەپقەت تىلىدى، يېلىندى، يالۋۇردى.

**«إِسْتَدَرَّتْ شَفَقَتَهُ بِبُكَائِهِ»**: ئۇنىڭ يىغىسى بىلەن ئىچى ئاغرىدى.

**إِسْتَدَرَّ النَّاقَةَ:** تۆگىنى ساغدى.

**إِسْتَدَرَّ الْبَوْلَ:** سۈيدۈكنى راۋانلاشتۇردى.

**إِسْتَدْرَكَ يَسْتَدْرِكُ إِسْتِدْرَاكًا عَلَيْهِ الْقَوْلَ:** خاتاسىنى تۈزەتتى، مۇجمەللىكنى تۈزەتتى.

**إِسْتَدْرَكَ مَافَاتَ:** تولۇقلىدى، تولدۇرۇۋالدى.

**إِسْتَدْرَكَ الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ:** ئېرىشىشكە ئۇرۇندى، بىر ۋاسىتە ئارقىلىق قولغا كەلتۈرۈشكە تىرىشتى.

**إِسْتَدْعَى يَسْتَدْعِي إِسْتِدْعَاءً:** چاقىردى، تۇۋلى-

دى؛ تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَدْعَى الْإِعْجَابَ:** قايىل قىلدى.

**إِسْتَدْعَى إِلَى الْمَحْكَمَةِ:** سوراق قىلىشقا چاقىرىتتى.

**«هَذَاالْأَمْرُ يَسْتَدْعِي أَنْ نَهْتَمَّ بِهِ دَائِمًا»:** بۇ ئىش كۆڭۈل بۆلۈپ تۇرۇشىمىزنى تەلەپ قىلىدۇ.

**إِسْتِدْفَاءٌ:** ئىسسىنىشنى تەلەپ قىلماق.

**«يَلْبَسُ النَّاسُ الْمَعَاطِفَ فِي الشِّتَاءِ لِاسْتِدْفَاءِ أَنْفُسِهِمْ»:** كىشىلەر قىشتا توڭلىماسلىق ئۈچۈن پەلتو كىيىدۇ.

**إِسْتَدْفَأَ يَسْتَدْفِئُ إِسْتِدْفَاءً الرَّجُلَ:** ئىسسىنىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَدْفَعَ يَسْتَدْفِعُ إِسْتِدْفَاعًا:** ئاللاھ تائالادىن يامانلىقتىن ساقلاشنى تىلىدى.

**إِسْتَدْفَقَ يَسْتَدْفِقُ إِسْتِدْفَاقًا الْمَاءُ:** سۇ تۆكۈلدى.

**إِسْتَدَقَّ يَسْتَدِقُّ إِسْتِدْقَاقًا الشَّيْءُ:** ئىنچىكە بولدى، ئىنچىكىلەشتى؛ نازۇك بولدى؛ ئۆتكۈرلەشتى؛ نىپىزلەشتى.

**إِسْتَدَقَّ الشَّيْءَ:** ئىنچىكە سانىدى، كىچىك ھېسابلىدى، سەل چاغلىدى.

**إِسْتِدْلَالٌ:** يەكۈن چىقارماق، ھۆكۈم چىقارماق، نەتىجە چىقارماق، دەلىللىمەك.

**إِسْتَدَلَّ يَسْتَدِلُّ إِسْتِدْلَالًا:** ئىسپات تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَدَلَّ بِكَذَا عَلَى الْأَمْرِ:** نەقىل كەلتۈردى، دەلىل كەلتۈردى.

**إِسْتَدَلَّ عَلَيْهِ:** يېتەكلىدى، رەھبەرلىك قىلدى.

**إِسْتَدْمَى يَسْتَدْمِي إِسْتِدْمَاءً الْجُرْحُ:** قان تامدى.

**إِسْتَدْنَى يَسْتَدْنِي إِسْتِدْنَاءً الشَّخْصَ:** يېقىنلىشىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَدَى يَسْتَدِي إِسْتِدَاءً بِيَدِهِ:** قول سوندى.

**إِسْتَدَى الْفَرَسَ:** ئات مىندى.

**إِسْتَذَابَ يَسْتَذِيبُ إِسْتِذَابَةً:** ئېرىدى؛ ئۆزگەردى.

**إِسْتَذْرَى يَسْتَذْرِي إِسْتِذْرَاءً:** ساقلاشنى ئىلتىجا قىلدى، ساقلاشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَذْرَى بِالشَّجَرَةِ:** دەرەخ ئاستىدا سايىدىدى.

**إِسْتَذْكَرَ يَسْتَذْكِرُ إِسْتِذْكَارًا الشَّيْءَ:** ياد ئەتتى، يادىغا كەلتۈردى، ئەسلىدى.

**إِسْتَذْكَرَ الطَّالِبُ الدَّرْسَ:** يادلىدى، يادىغا ئالدى؛ ئەسلىدى، ياد ئەتتى، يادىدا تۇتتى.

**«وَاسْتَذْكَرَهَا جَيِّدًا»:** ئۇنى ئوبدان يادلىدى.

**«تَعِبْنَا مِنْ شِدَّةِ الْإِسْتِذْكَارِ»:** تولا تەكرارلاپ ھېرىپ كەتتۇق.

**إِسْتَذْكَى يَسْتَذْكِي إِسْتِذْكَاءً النَّارَ:** ئوت ياقتى.

**إِسْتَذْكَتِ النَّارُ:** ئوت يالقۇنجىدى.

**إِسْتَذَلَّ يَسْتَذِلُّ إِسْتِذْلَالًا عَدُوَّهُ:** دۈشمەننى بويسۇندۇردى.

**إِسْتَذَلَّهُ:** ئۇنى خورلىدى.

**إِسْتَذْنَبَ يَسْتَذْنِبُ إِسْتِذْنَابًا:** جىنايەتچى دەپ قارىدى، گۇناھ ئۆتكۈزدى دەپ قارىدى.

**إِسْتَرَابَ يَسْتَرِيبُ إِسْتِرَابَةً بِهِ:** گۇمانلاندى، خەۋپسىرىدى.

**إِسْتِرَاتِيجِيٌّ:** ستراتېگىيىلىك.

**«لِلشَّرْقِ الْأَوْسَطِ مَوْقِعٌ إِسْتِرَاتِيجِيٌّ مُهِمٌّ»:** ئوتتۇرا شەرقنىڭ ئىستراتېگىيىلىك ئورنى مۇھىم.

**«لِهَذَا الْحَاكِمِ إِسْتِرَاتِيجِيَّةٌ سِيَاسِيَّةٌ وَاقْتِصَادِيَّةٌ وَاضِحَةٌ»:** بۇ ھاكىمنىڭ سىياسىي ستراتېگىيىسى ۋە روشەن ئىقتىسادىي ئېڭى بار.

**إِسْتَرَاحَ يَسْتَرِيحُ إِسْتِرَاحَةً الرَّجُلُ:** دەم ئالدى، ئارام ئالدى.

**إِسْتَرَاحَ فِي عَمَلِهِ:** راھەتلەندى.

**إِسْتَرَاحَ الْمُتْعَبُ:** چارچىغان ئادەم دەم ئېلىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتِرَاحَةٌ ج إِسْتِرَاحَاتٌ:** دەم ئالماق، ئىستىراھەت.

**«إِنْتَظَرَ وُصُولَ الْقِطَارِ فِي إِسْتِرَاحَةِ الْمَحَطَّةِ»:** ئۇ پويىزنىڭ يېتىپ كېلىشىنى ۋوگزالنىڭ دەم ئېلىش زالىدا كۈتتى.

**«تُوجَدُ إِسْتِرَاحَةٌ فِي مُنْتَصَفِ الْفِلْمِ»:** كىنو يېرىملاشقاندا دەم ئېلىنىدۇ.

**إِسْتَرَادَ يَسْتَرِيدُ إِسْتِرَادَةً الرَّجُلُ:** كۆن كەچۈردى،

جان باقتى، تىرىكچىلىك قىلدى.

**إِسْتَرَادَتِ الدَّابَّةُ:** ئۇلاغ ئوتلىدى، يايلىدى.

**إِسْتَرَاضَ يَسْتَرِيضُ إِسْتِرَاضَةً:** تاماشا قىلدى، ئايلىنىپ يۈردى.

**إِسْتَرَاضَ النَّفْسَ:** كۆڭۈل ئازادىلىكى ھېس قىلدى.

**إِسْتَرْأَفَ يَسْتَرْئِفُ إِسْتِرْءَافًا الطِّفْلُ أَبَاهُ:** بالا ئاتىسىدىن كۆيۈنۈشنى تەلەپ قىلدى، بالا ئاتىسىدىن كۆيۈنۈشنى تىلىدى.

**إِسْتَرْأَلَ يَسْتَرْئِلُ إِسْتِرْآلاً:** پىشىپ يېتىلدى، ئۆسۈپ يېتىلدى.

**إِسْتَرْأَى يَسْتَرْئِي إِسْتِرْآءً:** كۆرۈشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَرْأَى الشَّيْءَ:** كۆرسەتتى.

**إِسْتَرْأَى الشَّخْصَ:** ئۆزىنى رىياكار ھېسابلىدى.

**إِسْتَرْأَى هُ:** مەسلىھەت سورىدى.

**إِسْتَرْبَعَ يَسْتَرْبِعُ إِسْتِرْبَاعًا الرَّجُلُ:** دۆۋىلىنىپ كەتتى.

**إِسْتَرْبَعَ الْغُبَارُ:** چاڭ ـ توزان كۆتۈرۈلدى.

**إِسْتِرْجَاعٌ:** قايتۇرماق، چېكىندۈرمەك، قايتۇرۇۋالماق.

**إِسْتَرْجَعَ يَسْتَرْجِعُ إِسْتِرْجَاعًا حَقَّهُ:** ھەققىنى قايتۇرۇۋالدى.

**إِسْتَرْجَعَ الْحَادِثَةَ:** ۋەقەنى ئەسلىدى.

**إِسْتَرْجَعَ الْأَمْرَ:** ئەمەلدىن قالدۇردى، بىكار قىلدى.

**إِسْتَرْجَعَ مَاضَاعَ:** يوتكەننى ئەسلىگە كەلتۈردى.

**إِسْتَرْجَعَ عَافِيَتَهُ:** سالامەتلىكىنى ئەسلىگە كەلتۈردى.

**إِسْتَرْجَعَ عِنْدَ الْمُصِيبَةِ:** مۇسىبەتكە يولۇققان چاغدا «**إِنَّا لِلّٰهِ وَإِنَّا إِلَيْهِ رَاجِعُونَ**» دېدى.

**إِسْتَرْجَفَ يَسْتَرْجِفُ إِسْتِرْجَافًا:** چايقىلدى، لىڭشىتتى (باشنى).

**إِسْتَرْجَلَ يَسْتَرْجِلُ إِسْتِرْجَالاً:** ئەرلەرچە ياسالدى.

**إِسْتَرْجَمَ يَسْتَرْجِمُ إِسْتِرْجَامًا الرَّجُلُ:** چالما ـ كېسەك قىلىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَرْحَلَ يَسْتَرْحِلُ إِسْتِرْحَالاً صَدِيقَهُ:** دوستىدىن ئۇلاغ تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَرْحَلَ الزَّائِرَ:** كېتىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَرْحَمَ يَسْتَرْحِمُ إِسْتِرْحَامًا:** مېھىر ـ شەپقەت تەلەپ قىلدى، ئەپۇ سورىدى، كەچۈرۈم سورىدى.

«**إِسْتَرْحَمَ الْمُذْنِبُ الْقَاضِيَ**»: گۇناھكار سوتچىدىن رەھىم قىلىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتِرْخَاءٌ:** يۇمشاپ كەتمەك، ئۆزىنى تاشلىۋەتمەك، بوشاڭلىق قىلماق، بوشاشماق.

**إِسْتَرْخَصَ يَسْتَرْخِصُ إِسْتِرْخَاصًا الشَّخْصُ:** ئەرزاننى تەلەپ قىلدى، ئەرزاننى ئىزدىدى.

**إِسْتَرْخَصَ الْمُشْتَرِي السِّلْعَةَ:** خېرىدار مالنى ئەرزان ھېسابلىدى، ئەرزان دەپ قارىدى.

**إِسْتَرْخَى يَسْتَرْخِي إِسْتِرْخَاءً الشَّخْصُ:** بوشاپ قالدى، ئۇخلىسىغا راھەتلىنىپ ياتتى؛ چارچىدى.

**إِسْتَرْخَى بِهِ الْأَمْرُ:** ئوڭۇشلۇق بولدى.

**إِسْتِرْدَادٌ:** قايتۇرۇۋالماق، ئەسلىگە كەلتۈرۈشنى تەلەپ قىلماق.

«**يَجِبُ أَنْ نَعْمَلَ لِاسْتِرْدَادِ أَرْضِنَا السَّلِيبَةِ**»: تارتىۋېلىنغان زېمىنىمىزنى قايتۇرۇۋېلىش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىشىمىز كېرەك.

**إِسْتَرَدَّ يَسْتَرِدُّ إِسْتِرْدَادًا الشَّيْءَ:** قايتۇرۇۋالدى، ياندۇرۇۋالدى.

**إِسْتَرَدَّ أَنْفَاسَهُ:** چارچىغاندىن كېيىن ئارام ئالدى، دېمىنى ئېلىۋالدى.

**إِسْتَرَدَّ خَسَارَةً:** تولدۇرۇۋالدى، تولۇقلىۋالدى.

**إِسْتَرَدَّ حُرِّيَّتَهُ:** ئەركىنلىكىنى ئەسلىگە كەلتۈردى.

**إِسْتَرَدَّ هُدُوءَهُ:** تىنچلاندى.

**إِسْتَرَدَّهُ الشَّيْءَ:** قايتۇرۇپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَرْذَلَ يَسْتَرْذِلُ إِسْتِرْذَالاً هُ:** تاشلىۋەتتى، تەرك ئەتتى؛ ھاقارەتلىدى، كەمسىتتى، پەسكەش سانىدى، پەسكەش ھېسابلىدى.

**إِسْتَرْزَقَ يَسْتَرْزِقُ إِسْتِرْزَاقًا:** رىزقى تەلەپ قىلدى.

**اِسْتَرْزَقَ الشَّخْصُ:** تەمەننات سورىدى، تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرىنى ئىزدىدى.

**اِسْتَرْسَلَ يَسْتَرْسِلُ اِسْتِرْسَالاً الشَّعْرُ:** چاچ ساڭگىلاپ تۇردى.

**اِسْتَرْسَلَ الْحَدِيثُ:** سۆز يېقىملىق داۋاملاشتى.

**اِسْتَرْسَلَ الشَّخْصُ فِي حَدِيثِهِ:** كەڭ دائىرىلىك سۆزلىدى.

**اِسْتَرْسَلَتْ فِي أَفْكَارِهَا:** چوڭقۇر ئويلاندى، ئەتراپلىق پىكىر قىلدى.

**اِسْتَرْسَلَتِ الدُّمُوعُ فِي عُيُونِهَا:** كۆزىدىن ياش ئېتىلىپ چىقتى، ياش قۇيۇلدى.

**اِسْتَرْسَلَ فِي الْكَلَامِ:** گەپ ساتتى، گەپدانلىق قىلدى، ئاغزىدىن ئېتىلىپ چىقىۋەردى.

**اِسْتَرْشَدَ يَسْتَرْشِدُ اِسْتِرْشَادًا بِكَذَا:** ھىدايەت تاپتى، توغرا يولغا كىردى.

**اِسْتَرْشَدَ الشَّخْصُ فُلَانًا:** يېتەكلەشنى تەلەپ قىلدى.

**اِسْتَرْشَى يَسْتَرْشِي اِسْتِرْشَاءً ہُ الْعَامِلُ:** پارا تەلەپ قىلدى.

**اِسْتَرْضَى يَسْتَرْضِي اِسْتِرْضَاءً الرَّجُلَ:** ئەپلەشتى، ياراشتى، ياخشىچاق بولدى، كېلىشتى، رازى بولۇشتى.

**اِسْتِرْضَاءً لَهُ:** رازى قىلىش ئۈچۈن.

**اِسْتَرْضَعَ يَسْتَرْضِعُ اِسْتِرْضَاعًا الْأَبُ وَلَدَهُ:** ئاتا بالىسى ئۈچۈن ئىنىك ئانا ئىزدىدى.

**«وَإِنْ أَرَدْتُمْ أَنْ تَسْتَرْضِعُوا أَوْلَادَكُمْ فَلَاجُنَاحَ عَلَيْكُمْ إِذَا سَلَّمْتُمْ مَا آتَيْتُمْ بِالْمَعْرُوفِ»**

‹قرآن›: ئەگەر بالىلىرىڭلارنى ئىنىك ئانىلارغا ئېمىتمەكچى بولساڭلار، قائىدە بويىچە ئۇلارنىڭ ھەققىنى بەرسەڭلارلا سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.

**اِسْتَرْضَعَ الطِّفْلُ أُمَّهُ:** ئانىسىنى ئېمىشنى تەلەپ قىلدى.

**اِسْتَرَطَ يَسْتَرِطُ اِسْتِرَاطًا الشَّيْءَ:** يۇتتى.

**اِسْتَرْعَى يَسْتَرْعِي اِسْتِرْعَاءً ہُ الشَّيْءَ:** كۆڭۈل بۆلۈشنى ۋە قوغداشنى تەلەپ قىلدى.

**اِسْتَرْعَى الْإِنْتِبَاهَ:** دىققەتنى قوزغىدى.

**«مَنِ اسْتَرْعَى الذِّئْبَ فَقَدْ ظَلَمَ» ‹مثل›:** بۆرىنى باققان ئادەم ناتوغرا ئىش قىلغان بولىدۇ.

**اِسْتَرْغَدَ يَسْتَرْغِدُ اِسْتِرْغَادًا الْعَيْشَ:** باياشات ھېس قىلدى، پاراۋان ھېس قىلدى.

**اِسْتَرْفَدَ يَسْتَرْفِدُ اِسْتِرْفَادًا الْمُحْتَاجُ الْغَنِيَّ:** موھتاج ئادەم بايدىن ياردەم تەلەپ قىلدى، ياردەم سورىدى.

**اِسْتَرْفَقَ يَسْتَرْفِقُ اِسْتِرْفَاقًا:** ياردەم سورىدى، ياردەم تەلەپ قىلدى.

**اِسْتَرَقَ يَسْتَرِقُ اِسْتِرَاقًا النَّظَرَ:** ئوغرىلىقچە قارىدى.

**اِسْتَرَقَ السَّمْعَ:** ئوغرىلىقچە ئاڭلىدى.

**اِسْتِرْقَاقٌ:** قۇللۇق، قۇللۇق تۈزۈم.

**اِسْتَرْقَعَ يَسْتَرْقِعُ اِسْتِرْقَاعًا الثَّوْبُ:** كىيىم ياماقداك بولۇپ قالدى.

**اِسْتَرَقَّ يَسْتَرِقُّ اِسْتِرْقَاقًا الْأَسِيرَ:** ئەسىرگە ئىگە بولدى.

**اِسْتَرَقَّ الْحُرَّ:** ئەركىن ئادەمگە قۇلغا ئوخشاش مۇئامىلە قىلدى.

**اِسْتَرْقَنَ يَسْتَرْقِنُ اِسْتِرْقَانًا:** سۈركىدى، سۈرتتى، بويىدى.

**اِسْتَرْكَبَ يَسْتَرْكِبُ اِسْتِرْكَابًا شَخْصًا:** مىنىشنى تەلەپ قىلدى.

**«اِسْتَرْكَبْتُهُ فَأَرْكَبَنِي»:** ئۇنىڭدىن مىندۈرۈۋېلىشنى تەلەپ قىلغانىدىم، ئۇ مېنى مىندۈرۈۋالدى.

**اِسْتَرْهَبَ يَسْتَرْهِبُ اِسْتِرْهَابًاهُ:** ئۇنى چۆچۈتتى، قورقۇتتى.

**«وَاسْتَرْهَبُوهُمْ وَجَاؤُوا بِسِحْرٍ عَظِيمٍ» ‹قرآن›:** ئۇلارنى (يەنى كىشىلەرنى) قاتتىق چۆچۈتۈۋەتتى، ئۇلار (كىشىلەرنىڭ كۆزلىرىگە چوڭ (كۆرۈنىدىغان) سېھىرنى كۆرسەتتى.

**اِسْتَرْهَنَ يَسْتَرْهِنُ اِسْتِرْهَانًا الشَّيْءَ:** گۆرۈ تەلەپ قىلدى.

**اِسْتَرْوَحَ يَسْتَرْوِحُ اِسْتِرْوَاحًا إِلَى حَدِيثِهِ:** ئۇنىڭ سۆزىدىن مەمنۇنىيەت ھېس قىلدى، ئۇنىڭ سۆزىدىن مەمنۇن بولدى.

**اِسْتَرْوَحَ الْغُصْنُ:** شاخ ئىرغاڭلىدى.

**اِسْتَزَادَ يَسْتَزِيدُ اِسْتِزَادَةً:** ئاشۇرۇشنى تەلەپ

قىلدى، ئۆنىڭدىن ئوزۇق تەلەپ قىلدى.

«إِسْتَزَادَ رَئِيسَهُ فِي تَحْسِينِ مُرَتَّبِهِ» : باشلىقىدىن مائاشىنى ئۆستۈرۈپ قويۇشنى تەلەپ قىلدى.

لَمْ يَبْقَ لِمُسْتَزِيدٍ إِسْتَزَادَةٌ: ئەڭ يۇقىرى پەللىگە يەتتى، ئەڭ يۇقىرى چەككە يەتتى.

إِسْتَزَارَ يَسْتَزِيرُ إِسْتِزَارَةً: يوقلاشنى تەلەپ قىلدى، زىيارەت قىلىشنى تەلەپ قىلدى.

«إِسْتِزَارَ الْمَرِيضُ أَصْدِقَاءَهُ» : كېسەل دوستلىرىدىن يوقلاشنى تەلەپ قىلدى.

إِسْتَزْرَعَ يَسْتَزْرِعُ إِسْتِزْرَاعًا الْأَرْضَ: يەر تېرىشنى تەلەپ قىلدى، بوز يەر ئاچتى.

«إِسْتَزْرَعَ الْأَرْضَ الْمَتْرُوكَةَ» : ئاختاما يەرنى تېرىدى.

إِسْتَزْرَى يَسْتَزْرِي إِسْتِزْرَاءً: كەمسىتتى، سەل قارىدى، مەنسىتمىدى.

إِسْتَزْرَى بِالْخَطَرِ: خەۋپ ـ خەتەرگە پەرۋا قىلمىدى.

إِسْتَزَلَّ يَسْتَزِلُّ إِسْتِزْلَالًا: ئۇنى تېيىلدۇرۇۋەتتى؛ ئاستا ـ ئاستا خاتالىققا باشلىدى.

«إِنَّمَا اسْتَزَلَّهُمُ الشَّيْطَانُ بِبَعْضِ مَاكَسَبُوا» «قۇرئان» : بەزى قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن، شەيتان ئۇلارنى تېيىلدۇرۇشقا ئۇرۇندى.

«إِسْتَزَلَّ الشِّرِيرُ الْوَلَدَ فَسَقَطَ فِي الْخَطِيئَةِ» : قۇلاق كەستى، بالىنى ئازدۇردى، شۇنىڭ بىلەن ئۇ جىنايەت ئۆتكۈزدى.

إِسْتَسَاغَ يَسْتَسِيغُ إِسْتِسَاغًا الطَّعَامَ أَوِ الشَّرَابَ: يېمەك ياكى ئىچمەكنى سىلىق ئۆتىدىغان دەپ ھېسابلىدى.

«لَا أَسْتَسِيغُ هَذَا الطَّعَامَ وَلَا هَذَا الْكَلَامَ» : بۇ تاماقنىمۇ ۋە بۇ سۆزنىمۇ ياقتۇرمايمەن.

إِسْتَسْخَرَ يَسْتَسْخِرُ إِسْتِسْخَارًا مِنْهُ: زاڭلىق قىلدى، مەسخىرە قىلدى.

«وَإِذَا رَأَوْا آيَةً يَسْتَسْخِرُونَ» «قۇرئان» : ئۇلار بىرەر مۆجىزىنى كۆرسە مەسخىرە قىلىشىدۇ.

إِسْتَخَفَّ يَسْتَخِفُّ إِسْتِخْفَافًا: ئەھمىيەتسىز دەپ قارىدى، مەنسىز دەپ قارىدى.

إِسْتَسَرَّ يَسْتَسِرُّ إِسْتِسْرَارًا: يوشۇرۇن بولدى، مەخپى بولدى، ئۇنىڭغا سىر بەردى.

«إِسْتَسَرَّ أَمْرَهُ عَنْ أَقْرَبِ النَّاسِ إِلَيْهِ» : ئۇنىڭ ئىشى ئۇنىڭ ئەڭ يېقىن كىشىلىرىگىمۇ مەخپى.

إِسْتِسْقَاءٌ: سۇلۇق ئىششىق ، ئىششىق (قورساق بوشلۇقىغا سۇ يىغىلىش كېسىلى).

دُعَاءُ الْإِسْتِسْقَاءِ: ئاللاھدىن يامغۇر تىلەپ ئوقۇلىدىغان دۇئا.

صَلَاةُ الْإِسْتِسْقَاءِ: ئاللاھدىن يامغۇر تىلەپ ئوقۇلىدىغان ناماز.

إِسْتِسْقَائِيٌّ: سۇلۇق ئىششىق كېسىلىگە ئائىت.

إِسْتَسْقَا يَسْتَسْقِي إِسْتِسْقَاءً مِنْهُ: ئۇنىڭ سۇغۇرۇشنى تەلەپ قىلدى.

«وَأَوْحَيْنَا إِلَى مُوسَى إِذِ اسْتَسْقَاهُ قَوْمُهُ أَنِ اضْرِبْ بِعَصَاكَ الْحَجَرَ» «قۇرئان» : مۇسانىڭ قەۋمى (باياۋاندا) ئۇنىڭدىن سۇ تەلەپ قىلغاندا، مۇساغا: «ھاساڭ بىلەن تاشنى ئۇرغىن» دەپ ۋەھيى قىلدۇق.

إِسْتِسْلَامٌ: بويسۇنماق، باش ئەگمەك.

إِسْتِسْلَامِيٌّ: تەسلىمچىلىك.

إِسْتِسْلَامِيَّةٌ: تەسلىمچىلىك.

إِسْتَسْلَمَ يَسْتَسْلِمُ إِسْتِسْلَامًا لَهُ: بويسۇندى، تەسلىم بولدى.

«إِسْتَسْلَمَتِ الْمَدِينَةُ بَعْدَ حِصَارٍ طَوِيلٍ» : ئۇزۇن مۇددەت قورشىۋېلىنغاندىن كېيىن شەھەر تەسلىم بولدى.

إِسْتَسْمَجَ يَسْتَسْمِجُ إِسْتِسْمَاجًا: سەت دەپ قارىدى، كۆرۈمسىز دەپ قارىدى.

إِسْتَسْمَخَ يَسْتَسْمِخُ إِسْتِسْمَاخًا: كەچۈرۈم سورىدى، ئەپۇ سورىدى، ناماقۇل بولدى.

إِسْتَسْمَنَ يَسْتَسْمِنُ إِسْتِسْمَانًا: سېمىز ھېسابلىدى.

إِسْتَسْمَى يَسْتَسْمِي إِسْتِسْمَاءً: ئىسمىنى سورىدى، ئىسمىنى سورۇشتە قىلدى.

«إِسْتَسْمَيْتُهُ فَقَالَ عُمَرُ» : ئۇنىڭ ئىسمىنى سورىسام «ئۆمەر» دېدى.

إِسْتَسَنَّ يَسْتَسِنُّ إِسْتِسْنَانًا: يېشى چوڭىيىپ قالدى، قېرىپ قالدى.

**اِسْتَسَنَّ الطَّرِيقَةَ:** ماڭدى.

**اِسْتَسْهَلَ يَسْتَسْهِلُ اِسْتِسْهَالاً الشَّيْءَ:** ئاسان دەپ قارىدى، ئاسان ھېسابلىدى، سەل چاغلىدى.

**«اِخْتَارَ هَذِهِ الْوَظِيفَةَ لِأَنَّهُ اسْتَسْهَلَ الْعَمَلَ فِيهَا»:** ئۇ بۇ ۋەزىپىنى ئىشلەشنى ئاسان چاغلىغانلىقى ئۈچۈن ئۇنى تاللىدى.

**اِسْتَشَارَ يَسْتَشِيرُ اِسْتِشَارَةً مَعَهُ:** ئۇنىڭغا مەسلەھەت سالدى، مۇراجىئەت قىلدى، پىكىر سورىدى.

**اِسْتَشَارَ نَفْسَهُ:** ئويلاندى.

**اِسْتَشَارَ فُلاَنًا فِي كَذَا:** مەسلىھەتلەشتى، ئۇنىڭ پىكرىنى تەلەپ قىلدى.

**اِسْتِشَارَةٌ:** كېڭەشمەك، مەسلىھەتلەشمەك، پىكرىنى ئالماق، مۇھاكىمە قىلماق.

**اِسْتِشَارَةٌ طِبِّيَّةٌ:** تېببىي مەسلەھەت.

**اِسْتِشَارَةٌ قَانُونِيَّةٌ:** قانۇنىي كېڭەش.

**اِسْتِشَارِيٌّ:** كېڭەشلىك، مەسلىھەتلىك.

**رَأْيٌ اِسْتِشَارِيٌّ:** تەكلىپ.

**اَلْمَجْلِسُ الْاِسْتِشَارِيُّ:** مەسلىھەت كېڭىشى، كېڭەش يىغىنى.

**اَلْمَجْلِسُ الْاِسْتِشَارِيُّ السِّيَاسِيُّ:** سىياسىي مەسلەھەت كېڭىشى.

**لَجْنَةٌ اِسْتِشَارِيَّةٌ:** كېڭەش كومىتېتى، مەسلىھەت كومىتېتى.

**اِسْتَشَاطَ يَسْتَشِيطُ اِسْتِشَاطَةً عَلَيْهِ غَضَبًا:** غەزىپى تاشتى، قاتتىق ئاچچىقلاندى، سەپراسى ئۆرلىدى.

**اِسْتَشْرَفَ يَسْتَشْرِفُ اِسْتِشْرَافًا:** يۇقىرى كۆتۈرۈلدى، ئۆرلىدى.

**اِسْتَشْرَفَ الشَّيْءَ:** ئالقىنىنى چېكىسىگە قويۇپ نېرىدىن قارىدى.

**اِسْتَشْرَقَ يَسْتَشْرِقُ اِسْتِشْرَاقًا:** شەرق تىلى ۋە ئەدەبىياتى قاتارلىقلارنى ئۆگەندى.

**اِسْتَشْرَقَ الْأُورُبِّيُّ:** شەرقنى تەتقىق قىلىشقا كۆڭۈل بۆلدى.

**حَرَكَةُ الْاِسْتِشْرَاقِ:** شەرقشۇناسلىق ھەرىكىتى.

**اِسْتَشْرَى يَسْتَشْرِي اِسْتِشْرَاءً الشَّرُّ أَوِ الدَّاءُ:** يامانلىق ياكى دەرد چوڭىيىپ كەتتى، يامراپ كەتتى.

**اِسْتَشْرَى الرَّجُلُ:** خاپا بولدى، ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى.

**اِسْتَشْرَتِ الْأُمُورُ:** كېڭىيىپ كەتتى.

**اِسْتَشْرَتِ الْفَسَادُ:** پىتنە - پاسات ئەۋج ئېلىپ كەتتى.

**اِسْتَشْرَتِ الرِّشْوَةُ:** پارا يامراپ كەتتى.

**اِسْتِشْعَارٌ عَنْ بُعْدٍ:** زامانىۋى ئۈسكۈنىلەر ئارقىلىق يىراقتىن سېزىش.

**قَرْنَا الْاِسْتِشْعَارِ (فِي بَعْضِ الْحَشَرَاتِ):** ھاشاراتلارنىڭ بېشىدىن ئۈنۈپ چىققان مۈڭگۈزسىمان بىر جۈپ سەزگۈ ئەزاسى.

**اِسْتَشْعَرَ يَسْتَشْعِرُ اِسْتِشْعَارًا الشَّيْءَ:** سەزدى، ھېس قىلدى، بايقىدى.

**اِسْتَشْعَرَ الطِّفْلُ الْخَوْفَ:** بوۋاق قورقۇمسىرىدى، قورقۇنچ ھېس قىلدى.

**اِسْتِشْفَاءٌ:** دوختۇرغا كۆرۈنمەك، دوختۇر تەلەپ قىلماق، دوختۇردىن تەكشۈرۈپ قويۇشنى ئۆتۈنمەك.

**مَدِينَةُ الْاِسْتِشْفَاءِ:** ساناتورىيە.

**آلاَتُ الْاِسْتِشْفَاءِ:** داۋالاش ئۈسكۈنىلىرى.

**مِيَاهُ الْاِسْتِشْفَاءِ:** داۋالاشتا ئىشلىتىدىغان مىنېرال سۇ.

**اِسْتَشْفَعَ يَسْتَشْفِعُ اِسْتِشْفَاعًا إِلَى فُلاَنٍ:** ئىلتىجا قىلدى، شاپائەت قىلىشنى ئۆتۈندى.

**فُلاَنٌ يُسْتَشْفَعُ بِهِ:** شاپائەت تەلەپ قىلىنىدىغان ئادەم.

**اِسْتَشَقَّ يَسْتَشِقُّ اِسْتِشْقَاقًا الشَّيْءَ:** كۆزى يەتتى، تېگىگە يەتتى، تونۇپ يەتتى، ياخشى چۈشەندى؛ ئىنچىكىلىك بىلەن تەكشۈردى.

**اِسْتَشَقَّ الثَّوْبَ:** كىيىمنىڭ بىرەر ئەيىبى بارلىقىنى يورۇقتا تۇتۇپ تەكشۈردى.

**اِسْتَشَقَّ الْأَمْرَ:** ئىنچىكىلىك بىلەن تەكشۈرۈپ ماھىيىتىگە يەتتى.

**اِسْتَشْفَى يَسْتَشْفِي اِسْتِشْفَاءً:** شىپا تەلەپ قىلدى، داۋالاندى، دوختۇرغا كۆرۈندى، دوختۇردىن تەكشۈرۈپ قويۇشنى ئۈمىد قىلدى.

**«مِنَ الْأَفْضَلِ أَنْ تَسْتَشْفِيَ فِي مِنْطَقَةٍ خَلَوِيَّةٍ»:**

**إِسْتِمْرَارٌ:** داۋاملاشماق.

**بِاسْتِمْرَارٍ:** داۋاملىق، ھەمىشە، ئۈزلۈكسىز.

**«الْبَذْرَةُ تَنْمُو بِاسْتِمْرَارٍ» :** ئۇرۇق ئۈزلۈكسىز ئۆسۈپ تۇرىدۇ.

**إِسْتَمْرَأَ يَسْتَمْرِئُ إِسْتِمْرَاءً الطَّعَامَ:** تاماقنى يېيىشلىك دەپ قارىدى، تاماق ئېغىزغا تېتىدى.

**إِسْتَمَرَّ يَسْتَمِرُّ إِسْتِمْرَارًا الشَّيْءُ:** داۋاملاشتى، سوزۇلدى.

**إِسْتَمَرَّ الْمُوَظَّفُ فِي عَمَلِهِ:** خىزمەتچى خىزمىتىنى داۋاملاشتۇردى.

**إِسْتَمَرَّ الْأَمْرُ:** ئىش پۈتتى، ئىش تۈگىدى.

**إِسْتَمْرَضَ يَسْتَمْرِضُ إِسْتِمْرَاضًا:** كېسەل بولۇۋالدى.

**إِسْتَمْسَكَ يَسْتَمْسِكُ إِسْتِمْسَاكًا الْبَوْلُ:** ئىدرار كەلمىدى، كىچىك تەرەت ماقمىدى.

**إِسْتَمْسَكَ بِالشَّيْءِ:** ئېسىلىۋالدى، تۇتۇۋالدى، چىڭ تۇتتى.

**«وَمَنْ يُسْلِمْ وَجْهَهُ إِلَى اللّٰهِ وَهُوَ مُحْسِنٌ فَقَدِ اسْتَمْسَكَ بِالْعُرْوَةِ الْوُثْقَى» «قۇرئان» :** ياخشى ئىش قىلغۇچى بولغان ھالدا ئىخلاس بىلەن ئاللاھقا بويسۇنغان ئادەم مەھكەم تۇتقىغا ئېسىلغان بولىدۇ.

**إِسْتَمْطَرَ يَسْتَمْطِرُ إِسْتِمْطَارًا:** يامغۇر تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَمْطَرَ فُلَانًا:** ياردەم تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَمَعَ يَسْتَمِعُ إِسْتِمَاعًا إِلَيْهِ أَوْ لَهُ:** قۇلاق سالدى، ئاڭلىدى.

**«وَإِذَا قُرِئَ الْقُرْآنُ فَاسْتَمِعُوا لَهُ» «قۇرئان» :** قۇرئان ئوقۇلغان چاغدا، ئۇنى دىققەت بىلەن ئاڭلاڭلار.

**إِسْتَمَعَ خِلْسَةً:** ئوغرىلىقچە ئاڭلىدى.

**إِسْتَمْكَنَ يَسْتَمْكِنُ إِسْتِمْكَانًا:** كۈچەيتتى، مۇستەھكەملىدى، ياخشىلىدى، ئۈستۈردى.

**إِسْتَمْكَنَ الشَّخْصُ:** ئورنى بار ھېساپلاندى.

**إِسْتَمْكَنَ مِنَ الْأَمْرِ:** قولىدىن كەلدى، ھۆددىسىدىن چىقتى، قولغا كىرگۈزدى، كۈچى يەتتى.

**إِسْتَمْكَنَ مِنْ عِلْمٍ:** پۇختا بىلدى، پىششىق ئىگىلىدى.

**إِسْتَمَلَ يَسْتَمِلُ إِسْتِمَالًا عَيْنَهُ:** كۆزىنى ئويۇۋەتتى، كۆزىنى قويۇۋەتتى.

**إِسْتَمْلَحَ يَسْتَمْلِحُ إِسْتِمْلَاحًا الشَّيْءَ:** چىرايلىق دەپ قارىدى، گۈزەل دەپ بىلدى.

**إِسْتَمْلَحَ صَوْتَ الْمُطْرِبَةِ:** ناخشىچىنىڭ ئاۋازىنى يېقىملىق دەپ سانىدى.

**إِسْتَمْلَحَ الطَّعَامَ:** تاماقنى تۇزلۇق سەزدى.

**إِسْتَمْلَى يَسْتَمْلِي إِسْتِمْلَاءً التِّلْمِيذُ الْمُعَلِّمَ:** شاگىرت ئۇستازدىن يېزىپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتِمْنَاءٌ:** ئاناننىزم قىلماق، قولدا لەززەتلەنمەك.

**إِسْتَمْنَحَ يَسْتَمْنِحُ إِسْتِمْنَاحًا ـ هُ:** ئۇنىڭدىن سوۋغا تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَمْنَى يَسْتَمْنِي إِسْتِمْنَاءً:** ئاناننىزم قىلدى، قول بىلەن لەززەتلەندى.

**أُشْتَنٌ:** قاقشال دەرەخنىڭ يىلتىزى.

**إِسْتَنَابَ يَسْتَنِيبُ إِسْتِنَابَةً غَيْرَهُ:** ۋەكىل قىلىپ ئەۋەتتى، ئۆز ئورنىدا ئەۋەتتى.

**إِسْتَنَارَ يَسْتَنِيرُ إِسْتِنَارَةً الشَّيْءُ:** يورىدى.

**إِسْتَنَارَ بِهِ:** نۇرلاندى، ئۇنىڭدىن نۇر ئالدى، ئۇنىڭ نۇرى بىلەن يورىدى.

**إِسْتَنَارَ الشَّعْبُ:** خەلق ئىلىم ـ مەرىپەتلىك بولۇپ ئويغاندى، ئىلىم ـ مەرىپەت بىلەن ئاقاردى.

**إِسْتَنَامَ يَسْتَنِيمُ إِسْتِنَامَةً إِلَيْهِ:** كۆڭلى تىندى، يۆلەندى، قانائەتلەندى، ئۇخلىغان بولۇۋالدى، مۇقىملاشتى.

**إِسْتَنَامَ مِلْءَ جَفْنَيْهِ:** قاتتىق ئۇخلىدى.

**إِسْتَنَامَ:** ئۇخلىدى، ئۇخلاشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتِنْبَاطٌ:** ئىجاد قىلماق، كەشىپ قىلماق؛ ئىزدىنىپ يەكۈن چىقارماق؛ سۇغۇرۇپ چىقارماق، كولاپ چىقارماق.

**إِسْتَنْبَأَ يَسْتَنْبِئُ إِسْتِنْبَاءً الرَّجُلَ:** سۈرۈشتە قىلدى، ئۇقۇشتى، سۈرۈشتۈرۈپ بىلدى، دېرەكىنى ئالدى، تىڭ ـ تىڭلىدى، سۈرۈشتۈردى، سوراشتۇردى.

«وَيَسْتَنْبِئُونَكَ أَحَقٌّ هُوَ قُلْ إِيْ وَرَبِّي إِنَّهُ لَحَقٌّ وَمَاأَنْتُمْ بِمُعْجِزِينَ» «قۇرئان» : ئۇلار سەندىن: «ئۇ (يەنى ۋەدە قىلىنغان ئازاب، ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىش) راستمۇ؟» دەپ سورايدۇ، سەن: «ھەئە، پەرۋەردىگارىم بىلەن قەسەمكى، ئۇ ئەلۋەتتە راستتۇر، سىلەر قېچىپ قۇتۇلالمايسىلەر» دېگىن.

**إِسْتَنْبَتَ يَسْتَنْبِتُ إِسْتِنْبَاتًا:** تېرىدى، تىكتى.

**إِسْتَنْبَطَ يَسْتَنْبِطُ إِسْتِنْبَاطًا الْبِئْرَ:** قۇدۇقتىن سۇ تارتتى.

«وَلَوْرَدُّوهُ إِلَى الرَّسُولِ وَ إِلَى أُوْلِي الْأَمْرِ مِنْهُمْ لَعَلِمَهُ الَّذِينَ يَسْتَنْبِطُونَهُ مِنْهُمْ» «قۇرئان» : ئەگەر ئۇنى پەيغەمبەرگە ۋە ئۇلار (يەنى مۆمىنلەر) نىڭ ئىچىدىكى ئىش ئۈستىدىكىلەرگە مەلۇم قىلسا، (شۇ) خەۋەرنى چىقارغۇچىلار ئۇنى (يەنى شۇ خەۋەرنىڭ ھەقىقى ئەھۋالىنى) ئۇلاردىن ئەلۋەتتە بىلىۋالاتتى.

**إِسْتَنْبَطَهُ:** تاپتى، كەشىپ قىلدى، بىلدى، بايقىدى، سەزدى، قېدىردى، ئىختىرا قىلدى، تېگىگە يەتتى.

**إِسْتَنْبَطَ الْفَقِيهُ الْحُكْمَ:** فىقھەشۇناس يەكۈن چىقاردى، فىقھەشۇناس ئىزدىنىپ ھۆكۈم چىقاردى.

«إِسْتَنْبَطَ قَوَانِينَ جَدِيدَةً فِي الرِّيَاضِيَّاتِ» : ماتېماتىكىدا يېڭى قانۇنىيەتلەرنى كەشىپ قىلدى.

**إِسْتَنْبَهَ يَسْتَنْبِهُ إِسْتِنْبَاهًا مِنْ نَوْمِهِ:** چۆچۈپ ئويغاندى، گويغاندى، ئويغاق تۇردى، ھوشىغا كەلدى.

**إِسْتِنْتَاجٌ ج إِسْتِنْتَاجَاتٌ:** ئەقلىي خۇلاسە، ئەقلىي يەكۈن.

«أَشُكُّ فِي اسْتِنْتَاجَاتِكَ» : سېنىڭ خۇلاسىلىرىڭدىن گۇمانلىنىمەن.

**إِسْتَنْتَجَ يَسْتَنْتِجُ إِسْتِنْتَاجًا:** خۇلاسە چىقاردى، يەكۈن چىقاردى، ئەقلىي خۇلاسە چىقاردى.

**إِسْتَنْتَجَ الْأَمْرَ:** خۇلاسە چىقاردى، خۇلاسىگە كەلدى، ھۆكۈم قىلدى، ئىزدەندى، تەكشۈردى، سۈرۈشتۈردى.

«إِسْتَنْتَجَ الْقَاضِي الْحُكْمَ مِنَ الْأَدِلَّةِ الَّتِي تَحَصَّلَ عَلَيْهَا» : سوتچى ئېرىشكەن پاكىتلارغا ئاساسەن ھۆكۈم چىقاردى.

**إِسْتَنْثَرَ يَسْتَنْثِرُ إِسْتِنْثَارًا:** بۇرنىنى يۇيدى، بۇرنىنى تازىلىدى، بۇرنىغا سۇ ئالدى.

«إِسْتَنْثَرَ الْمُتَوَضِّئُ بَعْدَأَنِ اسْتَنْشَقَ» : تاھارەت ئالغۇچى ئاغزىغا سۇ ئالغاندىن كېيىن بۇرنىغا سۇ ئالدى.

**إِسْتَنْجَبَ يَسْتَنْجِبُ إِسْتِنْجَابًا ـــ هُ:** ئۇنى ئېسىل ھېسابلىدى، ئۇنى ئالىيجاناب بايقىدى، ئۇنى مۇنەۋۋەر ھېسابلىدى.

«إِسْتَنْجَبَ الْمُعَلِّمُ فَاطِمَةَ» : ئوقۇتقۇچى پاتىمەنى مۇنەۋۋەر ھېسابلىدى.

**إِسْتَنْجَدَ يَسْتَنْجِدُ إِسْتِنْجَادًا فُلَانًا أَوْ بِهِ:** ياردەم سورىدى، ياردەم تىلىدى، مەدەت تىلىدى، ياردەمگە چاقىردى، مۇراجىئەت قىلدى.

**إِسْتَنْجَدَ جَارَهُ:** قوشنىسىدىن ياردەم سورىدى.

**إِسْتَنْجَدَ عَلَيْهِ:** جۈرئەت قىلدى، پېتىندى.

**إِسْتَنْجَدَ بِصَدِيقِهِ:** دوستىنى ياردەمگە چاقىردى.

**إِسْتَنْجَزَ يَسْتَنْجِزُ إِسْتِنْجَازًا:** ئەمەلگە ئاشۇرۇشنى تەلەپ قىلدى، ئەمەلىيەتتىن ئۆتكۈزۈشنى ئۆتۈندى، ئادا قىلىشنى سورىدى، ئەمەل قىلىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَنْجَزَ الْحَاجَةَ:** ھاجىتىدىن چىقىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَنْجَزَ الْوَعْدَ:** ۋەدىسىگە ئەمەل قىلىشنى تىلىدى.

**إِسْتَنْجَى يَسْتَنْجِي إِسْتِنْجَاءً الرَّجُلُ:** ئىجاتلىقنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَنْجَى مِنَ النَّجَسِ:** نىجاسەتتىن تازىلاندى.

**إِسْتَنْجَى الشَّخْصُ:** سۇ بىلەن تازىلىدى، سۇ بىلەن ئىرىغدىدى، سۇ بىلەن پاكلىدى.

**إِسْتَنَدَ يَسْتَنِدُ إِسْتِنَادًا إِلَيْهِ:** يۆلەندى، تاياندى.

«إِسْتَنَدَ إِلَى كَتِفِ صَاحِبِهِ لِئَلَّا يَسْقُطَ» : يىقىلىپ چۈشمەسلىك ئۈچۈن ھەمراھىسىنىڭ مۈرىسىگە يۆلىنىۋالدى.

**إِسْتِنْزَافٌ:** خوراتماق، ئالماق، بۇزۇپ چاچماق، چىقارماق.

**حَرْبُ الْإِسْتِنْزَافِ:** خورىتىش ئۇرۇشى.

**إِسْتَنْزَفَ يَسْتَنْزِفُ إِسْتِنْزَافًا الدَّمْعَ:** ياش چىقاردى.

**إِسْتَنْزَفَ الْمَالَ:** پۇل ـ مالنى بۇزۇپ چاچتى،

يوقاتتى، خوراتتى.

«إِسْتَنْزَفَ الْمُقَاتِلُونَ كُلَّ طَاقَاتِهِمْ» : جەڭچىلەر كۈزلىرىنىڭ پۈتۈن كۈچ - قۇۋۋىتىنى چىقاردى.

**إِسْتَنْزَفَ مَوَارِدَ الْبِلَادِ:** دۆلەتنىڭ بايلىقىنى بۇزۇپ چاچتى.

**إِسْتَنْزَفَ دَمَهُ:** قېنىنى ئاققۇزدى، قان ئالدى.

**إِسْتَنْزَلَ يَسْتَنْزِلُ إِسْتِنْزَالًا:** چۈشۈشنى سورىدى، چۈشۈشنى ئۆتۈندى، چۈشۈشنى تەلەپ قىلدى، ۋاز كېچىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَنْزَلَ الْعَدَدَ:** سانىنى تاشلىدى، ئېلىۋەتتى، چۈشۈردى.

**إِسْتَنْزَلَ الْأَرْوَاحَ:** جىننى ئالدى.

**إِسْتَنْزَلَ اللَّعَنَاتِ عَلَى:** كايىدى، لەنەت ئوقۇدى.

**إِسْتَنْسَخَ يَسْتَنْسِخُ إِسْتِنْسَاخًا الشَّيْءَ:** كۆچۈرۈشنى تەلەپ قىلدى، نۇسخا ئېلىشنى تەلەپ قىلدى.

«إِنَّا كُنَّا نَسْتَنْسِخُ مَاكُنْتُمْ تَعْمَلُونَ» (قرآن) : بىز قىلمىشىڭلارنى يازدۇرۇپ تۇرغانىدۇق (يەنى پەرىشتىلەرنى ئەمەللىرىڭلارنى يېزىپ تۇرۇشقا بۇيرۇتتۇق).

**إِسْتَنْسَخَ الْمَخْطُوطَ:** قوليازمىنى كۆچۈردى.

**إِسْتَنْسَرَ يَسْتَنْسِرُ إِسْتِنْسَارًا الطَّائِرُ:** قۇش بۈركۈتتەك كۈچلۈك بولدى.

**إِسْتَنْسَرَ الْبُغَاثُ:** ئاجىزلار ئوچىلىق قىلىدىغان بولۇپ كەتتى.

**إِسْتِنْشَاقٌ:** سۈمۈرمەك، ئىچىگە تارتماق، بۇرنىغا سۇ ئالماق.

**إِسْتَنْشَأَ يَسْتَنْشِئُ إِسْتِنْشَاءً:** سۈرۈشتە قىلدى، ئۇقۇشتى، سۈرۈشتۈرۈپ بىلدى، دېرىكىنى ئالدى، خەۋەر ياكى ماقالىلەر ئۈچۈن ماتېرىيال توپلىدى.

**إِسْتَنْشَدَ يَسْتَنْشِدُ إِسْتِنْشَادًا فُلَانًا شِعْرًا:** پالانىدىن شېئىر ئوقۇپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَنْشَقَ يَسْتَنْشِقُ إِسْتِنْشَاقًا الْمَاءَ فِي أَنْفِهِ:** بۇرنىغا سۇ ئالدى.

**إِسْتَنْشَقَ الرَّائِحَةَ:** پۇرىدى.

**إِسْتَنْشَقَ الْخَبَرَ:** تىڭ - تىڭلىدى.

**إِسْتَنْشَقَ الْهَوَاءَ:** ھاۋانى سۈمۈردى، ئىچىگە تارتتى.

«يَسْتَنْشِقُ الْمُتَوَضِّئُ» : تاھارەت ئالغۇچى بۇرنىغا سۇ ئالىدۇ.

«صَحَافِيٌّ فَطِنٌ يَسْتَنْشِقُ أَسْرَارَ الْأَخْبَارِ» : سەزگۈر مۇخبىر مەخپىي خەۋەرلەرنى تىڭ - تىڭلىماقتا.

**إِسْتَنْشَى يَسْتَنْشِي إِسْتِنْشَاءً:** پۇرىدى، نەپەس ئالدى، ئىچىگە تارتتى.

**إِسْتَنْصَحَ يَسْتَنْصِحُ إِسْتِنْصَاحًا:** مەسلىھەت سورىدى، نەسىھەت قىلىشنى ئۆتۈندى.

**إِسْتَنْصَرَ يَسْتَنْصِرُ إِسْتِنْصَارًا — هُ:** ئۇنىڭدىن ياردەم سورىدى، مەدەت تىلىدى.

**إِسْتَنْصَرَ بِهِ:** ياردەمگە چاقىردى.

«فَإِذَا الَّذِي اسْتَنْصَرَهُ بِالْأَمْسِ يَسْتَصْرِخُهُ» (قرآن) : ناگاھان تۈنۈگۈن ئۇنىڭدىن ياردەم تىلىگەن ئادەم (بىر قىبتىنى بىلەن ئۇرۇشۇپ تۇرغان ھالدا) مۇسادىن يەنە ياردەم تىلىدى.

**إِسْتَنْصَفَ يَسْتَنْصِفُ إِسْتِنْصَافًا:** ئادىل بولۇشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتِنْطَاقٌ:** سوراق قىلماق، بىر خىل تەكشۈرۈش ۋە ئېنىقلاش ئۇسۇلى.

**إِسْتِنْطَاقُ الْمَسَاجِيْنِ السِّيَاسِيِّينَ:** سىياسىي مەھبۇسلارنى سوراق قىلماق.

**إِسْتَنْطَعَ يَسْتَنْطِعُ إِسْتِنْطَاعًا لَوْنُهُ:** رەڭگى ئۆڭدى، رەڭگى ئۆزگەردى.

**إِسْتَنْطَقَ يَسْتَنْطِقُ إِسْتِنْطَاقًا — هُ:** سۆزلەشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَنْطَقَهُ الْقَاضِي:** سوتچى ئۇنى سوراق قىلدى، سۈرۈشتە قىلدى.

**إِسْتَنْطَقَ الشَّاهِدَ:** گۇۋاھچىنى گەپكە كىرگۈزدى، گۇۋاھچىنى گەپ قىلدۇردى.

«إِسْتَنْطَقَ الشُّرْطِيُّ الْمُتَّهَمَ» : ساقچى قارىلانغۇچىنى سوراق قىلدى.

«إِسْتَنْطَقَتِ الْأُمُّ صَغِيرَهَا» : ئانا بالىسىنى گەپكە سالدى.

**إِسْتَنْظَرَ يَسْتَنْظِرُ إِسْتِنْظَارًا — هُ الدَّيْنَ:** ئۇنىڭدىن قەرزنى كېچىكتۈرۈشنى تىلىدى، ئۇنىڭدىن مۆھلەت بېرىشنى تىلىدى.

**إِسْتَنْظَرَهُ عَلَى كَذَا:** ئۇنى قارانچۇق قىلىشقا

قويدى، ئازارەتچىلىككە قويدى.

«إِسْتَنْظَرَهُ عَلَى الْمَعْهَدِ» : ئۇنى ئىنىستىتۇتقا قاراشقا قويدى.

إِسْتِنْفَادْ: تۈگىتىۋېتىمەك، قۇرۇتىۋېتىمەك.

إِسْتَنْفَجَ يَسْتَنْفِجُ إِسْتِنْفَاجًا الشَّيْءَ: كۆرسەتتى، ئاشكارىلىمىدى.

«مَاالَّذِي اسْتَنْفَجَ غَضَبَكَ؟» : غەزىپىڭنى قوزغىغان نەرسە نېمە؟

«إِسْتَنْفَجَ الْأَرْنَبَ مِنْ مَخْبَئِهِ» : توشقاننى ئۇۋىسىدىن چىقاردى.

إِسْتَنْفَدَ يَسْتَنْفِدُ إِسْتِنْفَادًا الشَّيْءَ: تۈگىتىۋەتتى، سەرپ قىلىۋەتتى.

إِسْتَنْفَدَ أَغْرَاضَهُ: مەقسەتلىرىنى ئىشقا ئاشۇردى.

«إِسْتَنْفَدَ ثَرْوَتَهُ» : بايلىقىنى تۈگىتىۋەتتى.

إِسْتَنْفَدَ وُسْعَهُ: بارلىق كۈچىنى چىقاردى.

إِسْتَنْفَرَ يَسْتَنْفِرُ إِسْتِنْفَارًا: سەپەرۋەر قىلدى، ھەرىكەتلەندۈردى، دەۋەت قىلدى.

إِسْتَنْفَرَتِ الْبَهِيمَةَ: چاھار پاينى ئۈركىتىۋەتتى.

إِسْتَنْفَعَ يَسْتَنْفِعُ إِسْتِنْفَاعًا الشَّيْءَ: پايدىلاندى.

إِسْتَنْفَعَهُ: ئۇنىڭدىن پايدا تەلەپ قىلدى.

إِسْتَنْفَقَ يَسْتَنْفِقُ إِسْتِنْفَاقًا: سەرپ قىلدى، سەرپ قىلىشنى تەلەپ قىلدى.

اسْتَنْقَذَ يَسْتَنْقِذُ إِسْتِنْقَاذًا مِنْ: قۇتۇلدۇردى، قۇتقۇزدى، خالاس قىلدى.

«وَإِنْ يَسْلُبْهُمُ الذُّبَابُ شَيْئًالاَيَسْتَنْقِذُوهُ مِنْهُ» «قرآن» : چىۋىن ئۇلارنىڭ بەدىنىدىن بىر نەرسىنى ئېلىپ قاچسا، ئۇنى چىۋىندىن تارتىپ ئالالمايدۇ.

إِسْتَنْقَصَ يَسْتَنْقِصُ إِسْتِنْقَاصًا الثَّمَنَ: باھانى چۈشۈرۈشنى تەلەپ قىلدى.

إِسْتَنْقَصَ الْمُكَافَأَةَ: مۇكاپاتنى ئاز كۆردى.

إِسْتَنْقَصَ الشَّيْءَ: كەم كۆردى، ئاز كۆردى.

«إِسْتَنْقَصَ ثَمَنَ السِّلْعَةِ» : مالنىڭ باھاسىنى چۈشۈرۈپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى.

إِسْتَنْقَعَ يَسْتَنْقِعُ إِسْتِنْقَاعًا فِي النَّهْرِ: سۇغا چۆمۈلۈپ سەگىدى.

إِسْتَنْقَعَ الْمَاءُ: سۇ ئۆزگىرىپ كەتتى، سۇ سارغىيىپ كەتتى.

إِسْتَنْقَعَ الصَّوْتُ: ئاۋاز كۆتۈرۈلدى.

أَسْتُنْقِعَ لَوْنُهُ: تاتىرىپ كەتتى.

إِسْتِنْكَارٌ: ئەيىبلىمەك، كايىماق، سۆكمەك.

إِسْتَنْكَحَ يَسْتَنْكِحُ إِسْتِنْكَاحًا الْمَرْأَةَ: توي قىلىشنى تەلەپ قىلدى، توي قىلىشقا ئەلچى ئەۋەتتى.

إِسْتَنْكَرَ يَسْتَنْكِرُ إِسْتِنْكَارًا الْأَمْرَ: ئىشنى سەت ساندى، قەبىھ ھېسابلىدى.

إِسْتَنْكَرَ سُلُوكَهُ: ئۇنىڭ يۈرۈش - تۇرۇشىنى ياراتمىدى.

إِسْتَنْكَفَ يَسْتَنْكِفُ إِسْتِنْكَافًا مِنْ كَذَا: چوكچىلىق قىلىپ باش تارتتى.

«يَسْتَنْكِفُ مِنَ الْعَمَلِ الْيَدَوِيِّ» : ئۇ چوكچىلىق قىلىپ قول ئەمگىكىدىن باش تارتىدۇ.

«وَأَمَّا الَّذِينَ اسْتَنْكَفُوا وَاسْتَكْبَرُوا فَيُعَذِّبُهُم عَذَابًا أَلِيمًا» «قرآن» : (ئاللاھقا قۇلچىلىق قىلىشتىن) باش تارتقان ۋە كۆرەڭلەپ كەتكەنلەرگە كەلسەك، ئاللاھ ئۇلارغا قاتتىق ئازاب قىلىدۇ.

إِسْتَنَّ يَسْتَنُّ إِسْتِنَانًا سُنَّةً: ئەگەشتى، ئەگىشىپ قىلدى.

إِسْتَنَّ السَّرَابُ: كۆچتى، سۇرۇلدى، يۆتكەلدى، تەۋرىدى.

«إِسْتَنَّ الْخُلَفَاءُ الرَّاشِدُونَ سُنَّةَ النَّبِيِّ» : ھەزرىتى ئەبۇبەكرى، ھەزرىتى ئۆمەر، ھەزرىتى ئوسمان ۋە ھەزرىتى ئەلىدىن ئىبارەت چارىيالار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىنى تۇتتى.

إِسْتَنَّتِ الْعَيْنُ: ياش قويۇلدى، ياش تۆكۈلدى.

اسْتَنَّ بِالشَّيْءِ: ئەمەل قىلدى، چىڭ تۇتتى.

إِسْتَنَّ الطَّرِيقَ: ماڭدى، يول يۈردى.

إِسْتَنَّ الْفَرَسُ: ئات ئالدى - كەينىگە چاپتى، ئات ئۇيان - بۇيان يۈگۈردى.

إِسْتَنَّى يَسْتَنِي إِسْتِنَاءً: كۈتتى، كۈتۈپ تۇردى، ساقلاپ مۇنتەزىر بولدى.

إِسْتَنْهَجَ يَسْتَنْهِجُ إِسْتِنْهَاجًا الطَّرِيقَ: يول ئوچۇق بولدى.

إسْتَلْهَجَ فُلاَنٌ مَسْلَكَ فُلاَنٍ: پالانى پالانىنىڭ يولىنى تۇتتى، پالانچى ئۇستازچىنى دورىدى.

إسْتَلْهَرَ يَسْتَلْهِرُ إسْتِلْهَارًا الشَّيْءُ: كېڭەيدى، زورايدى.

إسْتَلْهَضَ يَسْتَلْهِضُ إسْتِلْهَاضًا ـ هُ: ئويغاتتى، قوزغىدى.

إسْتَلْهَضَ الْكَسُولَ: ھورۇننى تۇرۇشقا ئالدىراتتى.

إسْتَلْوَقَ يَسْتَلْوِقُ إسْتِلْوَاقًا الْجَمَلُ: تۆگە خار بولدى.

إسْتَهَالَ يَسْتَهِيلُ إسْتِهَالَةً فُلاَنٌ الأَمْرَ: قورقۇنچلۇق دەپ قارىدى، دەھشەتلىك دەپ ھېسابلىدى.

إسْتَهَانَ يَسْتَهِينُ إسْتِهَانَةً بِالأَمْرِ: سەل چاغلىدى، مەنسىتمىدى.

إسْتَهَانَ بِالْقِيَمِ الأَخْلاَقِيَّةِ: ئەخلاقىي پرىنسىپلارغا سەل قارىدى.

رَأْيٌ لاَيُسْتَهَانُ بِهِ: كۆڭۈل بۆلۈشكە ئەرزىيدىغان پىكىر.

قُوَّةٌ لاَيُسْتَهَانُ بِهَا: سەل چاغلىغىلى بولمايدىغان كۈچ.

إسْتَهْتَرَ يَسْتَهْتِرُ إسْتِهْتَارًا فُلاَنٌ: نەپسى - خاھىشىغا بېرىلىپ كەتتى، بىپەرۋا بولۇپ كەتتى.

«إسْتَهْتَرَ الْوَلَدُ رَغْمَ تَحْذِيرِهِ»: بالا ئاگاھلاندۇرۇشقا قارىماي ھاۋايى - ھەۋەسكە بېرىلدى.

إسْتَهْتَرَ بِـ: كەلسە - كەلمەس ئىشلەتتى، قالايمىقان پايدىلاندى.

أُسْتُهْتِرَ بِكَذَا: بېرىلىپلا كەتتى، مەپتۇن بولدى.

أُسْتُهْتِرَ الشَّخْصُ: ئەقلىدىن ئازدى، ئالجىپ قالدى، يالغان - ياۋىداققا بېرىلدى.

«إسْتَهْتَرَ بِالشَّرَابِ»: ھاراققا بېرىلىپ كەتتى.

«أُسْتُهْتِرَ بِالْمَبَادِئِ الأَخْلاَقِيَّةِ»: ئەخلاق - پرىنسىپلاردىن چەتنەپ كەتتى.

إسْتَهْجَنَ يَسْتَهْجِنُ إسْتِهْجَانًا الشَّيْءَ: سەتلەشتۈردى، ئەيىبلىدى، تۆۋەن سانىدى، پەسكەش دەپ تونۇدى.

«هَذَا مِمَّا يُسْتَهْجَنُ قَوْلاً و فِعْلاً»: بۇ سۆز ۋە ھەرىكەت جەھەتتىن ئەيىبلىنىدۇ.

إسْتَهْدَفَ يَسْتَهْدِفُ إسْتِهْدَافًا لَهُ: كىرزىسقا ئۇچرىدى، ھۇجۇمغا يولۇقتى، زەربە يېدى.

إسْتَهْدَفَ إلَى كَذَا: مەقسەت قىلدى، نىشان قىلدى، كۆزلىدى، قارىغا ئالدى.

إسْتَهْدَفَ لِلأَمْرِ: دۇچ كەلدى، يولۇقتى.

«إسْتَهْدَفَ طَلَبَ الْعِلْمِ»: ئىلىم ئېلىشنى كۆزلىدى.

«إسْتَهْدَفَ عَامِلُ الْمَنْجَمِ لإصَابَةِ عَمَلٍ»: كان ئىشچىسى ئىش ئۈستىدە ھادىسىگە يولۇقتى.

«إسْتَهْدَفَ مُؤَلِّفُ الْكِتَابِ لِلنَّقْدِ»: كىتاب ئاپتورى تەنقىدكە ئۇچرىدى.

إسْتَهْدَى يَسْتَهْدِي إسْتِهْدَاءً فُلاَنٌ: ھىدايەت تەلەپ قىلدى، توغرا يول تەلەپ قىلدى.

إسْتَهْدَى مِنْ شَيْخِهِ النَّصِيحَةَ: ئۇستازىدىن نەسىھەت قىلىپ قويۇشنى تىلىدى.

إسْتَهْدَى الشَّيْءَ: سوۋغا تەلەپ قىلدى.

إسْتِهْزَاءٌ: زاڭلىق قىلماق، مەسخىرە قىلماق، مازاق قىلماق.

إسْتَهْزَأَ يَسْتَهْزِئُ إسْتِهْزَاءً بِهِ: مەسخىرە قىلدى، زاڭلىق قىلدى، ئىستېھزا قىلدى.

«وَمَايَأْتِيهِمْ مِنْ نَبِيٍّ إلاَّ كَانُوا بِهِ يَسْتَهْزِئُونَ» 《قۇرئان》: ئۇلارغا قانداق بىر پەيغەمبەر كەلمىسۇن، ئۇلار ئۇنى (قەۋمىنىڭ سېپىنى مەسخىرە قىلغاندەك) مەسخىرە قىلدى.

«اَللّٰهُ يَسْتَهْزِئُ بِهِمْ» 《قۇرئان》: مەسخىرە قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن ئاللاھ ئۇلارنى جازالايدۇ.

إسْتِهْلاَكٌ: سەرپ قىلماق، خوراتماق؛ ئىستېمال قىلماق؛ تۈگەتمەك؛ چىقىم، سەرپىيات، خىراجەت؛ يالدۇرماق، قايتۇرماق؛ يىغىۋالماق.

إسْتِهْلاَكُ الْمَوَادِّ الْغِذَائِيَّةِ: ئوزۇقلۇقلارنىڭ ئىستېمال قىلىنىشى.

مُجْتَمَعٌ إسْتِهْلاَكِيٌّ: ئىستېمالچىلار جەمئىيىتى.

إسْتِهْلاَلٌ: باشلىماق، تۇتۇش قىلماق.

إسْتِهْلاَلٌ مُوسِيقِيٌّ: مۇقەددىمە، باشلىنىش مۇزىكىسى.

بَرَاعَةُ الإسْتِهْلاَلِ: سۆزنىڭ گۈزەل باشلىنىشى، چىرايلىق باشلىنىش، گۈزەل مۇقەددىمە.

إسْتَهْلَكَ يَسْتَهْلِكُ إسْتِهْلاَكًا الشَّيْءَ: يوقاتتى،

تۈگەتتى، سەرپ قىلدى، ئىستېمال قىلدى.

**إِسْتَهْلَكَ الدَّيْنَ:** قەرزنى ئۈزدى، قەرزنى قايتۇردى، قەرزنى تۆلىدى.

**إِسْتَهْلَكَ السَّنَدَاتِ الْمَالِيَّةَ:** زايومنى يىغىۋالدى، زايومنى قايتۇرۇۋالدى.

**إِسْتَهَلَّ يَسْتَهِلُّ إِسْتِهْلاَلاً:** ۋارقىرىدى، يۇقىرى ئاۋازدا توۋلىدى.

**إِسْتَهَلَّ الْمَوْلُودُ:** بوۋاق تۇغۇلغان چاغدا ئۈنلۈك يىغلىدى.

**إِسْتَهَلَّ الشَّهْرُ:** يېڭى ئاي كۆتۈرۈلدى.

**إِسْتَهَلَّ الْوَجْهُ:** يۈزى يورۇپ كەتتى، يۈزى نۇرلىنىپ كەتتى.

**إِسْتَهَلَّ الشَّخْصُ الشَّيْءَ:** باشلىدى، كىرىشىپ كەتتى.

**أُسْتُهِيمَ قَلْبُ فُلاَنٍ:** قەلبى مۇھەببەت ئوتىدا كۆيدى، مەپتۇن بولدى، شەيدا بولدى.

**إِسْتَهْوَى يَسْتَهْوِي إِسْتِهْوَاءً ـــ هُ الشَّيْءُ:** ئۇنى ھەيران قالدۇردى، ئۆزىگە جەلپ قىلدى، خىيال سۈرگۈزدى.

**إِسْتَهْوَتْهُ أَزْهَارُ الرَّبِيعِ:** باھارنىڭ گۈل ـ چېچەكلىرى ئۇنى مەپتۇن قىلدى.

**«كَالَّذِي اسْتَهْوَتْهُ الشَّيَاطِينُ فِي الْأَرْضِ حَيْرَانَ لَهُ أَصْحَبٌ يَدْعُونَهُ إِلَى الْهُدَى ائْتِنَا» (قرآن):** مۇنداق بىر ئادەمگە: شەيتانلار ئۇنى بىر چۆلگە باشلاپ بارغان (چۆلدە ئۇ) تېگىرقاپ قالغان، دوستلىرى ئۇنى بىزگە كەل دەپ توغرا يولغا چاقىرىۋاتقان (ئۇ چاقىرىقنى قوبۇل قىلماي ئاخىرى ھالاك بولغان ئادەمگە) ئوخشاپ قالمىسىز.

**إِسْتِوَاءٌ:** تۈز، تۈپتۈز، تەكشى، توغرا، توغرا بولماق، راۋۇرۇس، توغرىلىق.

**خَطُّ الْإِسْتِوَاءِ:** ئېكۋاتور.

**إِسْتِوَائِيٌّ:** ئېكۋاتورنىڭ، ئېكۋاتور توغرىسىدا.

**أَلْمَدَارُ الْإِسْتِوَائِيُّ:** تروپىك، كۈن توختاش سىزىقى (شىمالىي تروپىك سىزىقى ياكى جەنۇبىي تروپىك سىزىقى).

**إِسْتَوْبَقَ يَسْتَوْبِقُ إِسْتِوْبَاقًا:** ھالاك بولدى، يوقالدى، مۇنقەرز بولدى، ۋەيران بولدى، ئۆلدى.

**إِسْتَوْفَرَ يَسْتَوْفِرُ إِسْتِيفَارًا الشَّخْصُ مِنَ الشَّيْءِ:** كۆپ ئالدى، كۆپ ئېلىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَوْفَرَ الْفِرَاشَ:** تۆشەكنى يۇمشاق ھېسابلىدى.

**إِسْتَوْثَقَ يَسْتَوْثِقُ إِسْتِيثَاقًا عَنْهُ:** تەكشۈرۈپ ئېنىقلىدى، ئۇقۇملۇق بولدى؛ قوغدىدى، پاناھىغا ئالدى، ھىمايە قىلدى.

**إِسْتَوْثَقَ الشَّخْصَ:** ئىشەنچ باغلىدى، ئىشەنچ قىلدى، ئىشەنچ تىكلىدى.

**إِسْتَوْثَقَ مِنَ الْأَمْرِ:** تەكشۈردى، ئېنىقلىدى.

**إِسْتَوْثَقَ مِنَ الشَّخْصِ:** ئىشەنچ باغلىدى، قەتئىي ئىشەندى.

**إِسْتَوْجَبَ يَسْتَوْجِبُ إِسْتِيجَابًا الشَّيْءَ:** مەجبۇردەت دەپ قارىدى، قىلىشقا تېگىشلىك ئىشىم دەپ قارىدى، لايىق بولدى، ھەقلىق بولدى.

**إِسْتَوْجَبَ تَفْكِيرًا:** پىكىر قىلىشقا تېگىشلىك بولدى، ئويلىنىشقا زۆرۈر بولدى.

**إِسْتَوْجَبَ عِقَابًا:** جازاغا لايىق بولدى.

**إِسْتَوْجَبَ الْأَمْرَ:** زۆرۈر ھېسابلىدى، تېگىشلىك دەپ بىلدى.

**عَمَلٌ يَسْتَوْجِبُ الشُّكْرَ:** رەھمەت ئېيتىشقا لايىق ئىش.

**إِسْتَوْجَفَ يَسْتَوْجِفُ إِسْتِيجَافًا:** تەسىرلەندۈردى، ھاياجانلاندۇردى، بۇلىدى، بۇلاڭچىلىق قىلدى، تالان ـ تاراج قىلدى.

**إِسْتَوْجَفَ الْحُبُّ فُؤَادَهُ:** مۇھەببەت ئۇنىڭ قەلبىنى ئەسىر قىلىۋالدى.

**إِسْتَوْجَزَ الْكَلاَمَ:** سۆزنى قىسقارتتى، ئىخچام قىلدى، مېغىزلىق بولدى.

**إِسْتَوْحَشَ يَسْتَوْحِشُ إِسْتِيحَاشًا الْمَكَانُ:** جان ئادىمىزاتتىن خالى بولۇپ قالدى، چۆلدەرەپ قالدى.

**إِسْتَوْحَشَ الشَّخْصُ:** ئىچى پۇشتى، يالغۇزلۇق ھېس قىلدى، غېرىبسىندى.

**إِسْتَوْحَشَ مِنْهُ:** يامان كۆردى، ياقتۇرمىدى، بىزار بولدى، كۆڭلىگە ياقمىدى.

**إِسْتَوْحَى يَسْتَوْحِي إِسْتِيحَاءً:** ۋەھيي قىلىشنى تەلەپ قىلدى، يوليورۇق سورىدى، بېشارەت بېرىشنى ئۆتۈندى، ئىلھام بېرىشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَوْحَى مِنْهُ:** ئۇنىڭدىن ئالدى.

**إِسْتَوْحَى رَأْيَهُ:** ئۇنىڭ پىكرىنى سورىدى.

**رَأْيٌ إِسْتَوْحَى مِنْ خِطَابِهِ:** ئۇنىڭ نۇتقىدىن ئالغان پىكىر.

**إِسْتَوْحَاهُ:** ئۇنىڭ پىكرىنى سورىدى، ئالدىراتتى.

**إِسْتَوْدَعَ يَسْتَوْدِعُ إِسْتِيدَاعًا:** ھاۋالە قىلدى، قويۇپ تۇردى، ئامانەت قويدى، تاپشۇردى.

**إِسْتَوْدَعَ الشَّخْصَ الشَّيْءَ:** كىمنىشكىگە نەرسىنى ئامانەت قويدى.

**إِسْتَوْدَعَ أَمْوَالَهُ فِي الْخَزِينَةِ:** ماللىرىنى خەزىنىگە قويدى.

**إِسْتَوْدَعَ الشَّخْصَ الْمَالَ:** مالنى ئامانەت قويدى.

**إِسْتَوْدَعَ الْجُثَّةَ الْقَبْرَ:** جەسەتنى قەبرىگە دەپنە قىلدى، يەرلىككە قويدى.

**إِسْتَوْدَعَ السِّجْنَ:** ئۇنى تۈرمىگە ئالدى، قامىدى.

**إِسْتَوْدَعَ التَّأْمِينَ:** كاپالەت پۇل بەردى.

**إِسْتَوْدَعَهُ السِّرَّ:** ئۇنىڭغا سىر ساقلاشنى تاپىلىدى، مەخپىيەتلىكنى ساقلاشنى ھاۋالە قىلدى.

**أَسْتَوْدِعُكُمُ اللّٰهَ:** ئاق يول بولسۇن، خۇداغا ئامانەت.

**إِسْتَوْرَدَ يَسْتَوْرِدُ إِسْتِيرَادًا:** سىرتتىن كىرگۈزدى، ئىمپورت قىلدى.

**إِسْتَوْرَطَ يَسْتَوْرِطُ إِسْتِيرَاطًا:** مۇشكۇل ئەھۋالغا چۈشۈپ قالدى، تۇرۇپ قالدى، نېمە قىلىشىنى بىلمەي قالدى؛ پۈتۈن زېھنىنى بەردى، ئوي – پىكرىنى يىغدى.

**إِسْتَوْرَطَ فِي الْخَطَإِ:** خاتالاشتى، خاتالىق ئۆتكۈزدى.

**إِسْتَوْرَى يَسْتَوْرِي إِسْتِيرَاءَ الزَّنْدُ:** چاقماق ياقتى.

**إِسْتَوْرَى غَيْظَهُ:** ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

**إِسْتَوْزَرَ يَسْتَوْزِرُ إِسْتِيزَارًا:** ۋەزىر قىلىۋالدى، مىنىستىر قىلىۋالدى، مىنىستىرلىككە تەيىنلىدى، ۋەزىرلىككە تەيىنلىدى.

**إِسْتَوْسَعَ يَسْتَوْسِعُ إِسْتِيسَاعًا الرَّجُلُ:** ھالى ياخشىلاندى.

**إِسْتَوْسَعَ الْمَكَانَ:** يەرنىڭ كەڭلىكىنى بايقىدى.

**إِسْتَوْسَقَ يَسْتَوْسِقُ إِسْتِيسَاقًا:** توپلاندى، ئېرىشتى، مۇۋەپپەق بولدى.

**إِسْتَوْسَقَ الْأَمْرُ:** ئىش تەرتىپلىك بولدى، ئىش سىستېمىلىق بولدى، ئىش مۇنتىزىم بولدى.

**إِسْتَوْسَقَ لَهُ:** تەييار بولدى، تەق بولدى.

**إِسْتَوْسَقَ لَهُ النَّصْرُ:** ئۇ غەلىبىگە ئېرىشتى.

**إِسْتَوْصَدَ يَسْتَوْصِدُ إِسْتِيصَادًا:** قوتان سالدى.

**إِسْتَوْصَفَ يَسْتَوْصِفُ إِسْتِيصَافًا الطَّبِيبَ:** دوختۇردىن رېتسېپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى، كېسەل كۆرسەتتى.

**إِسْتَوْصَى يَسْتَوْصِي إِسْتِيصَاءً:** تەۋسىيە قىلىشنى سورىدى، تونۇشتۇرۇشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَوْصَى الشَّخْصَ بِهِ:** تەۋسىيىسىنى قوبۇل قىلدى.

**إِسْتَوْصَى بِهِ خَيْرًا:** ياخشىلىقنى ئىرادە قىلدى، ياخشىلىقنى تەۋسىيە قىلدى.

**«إِسْتَوْصُوا بِالنِّسَاءِ خَيْرًا» (حديث):** ئاياللارغا ياخشى مۇئامىلىدە بولۇڭلار.

**إِسْتَوْضَحَ يَسْتَوْضِحُ إِسْتِيضَاحًا الشَّخْصَ:** روشەنلەشتۈرۈپ بېرىشنى سورىدى.

**إِسْتَوْضَحَ عَنِ الْأَمْرِ:** ئىزدەندى، تەتقىق قىلدى.

**إِسْتَوْضَحَ الشَّخْصُ الشَّيْءَ:** كۆرۈنەمدۇ دەپ قاراپ بېقىش ئۈچۈن قولىنى كۆزىنىڭ ئۈستىگە قويدى.

**إِسْتَوَطَ يَسْتَوِطُ إِسْتِوَاطًا الْأَمْرُ:** ئىش مۇرەككەپلەشتى، گىرەلىشىپ كەتتى، چىگىشلەشتى، ئارىلىشىپ كەتتى.

**إِسْتَوْطَنَ يَسْتَوْطِنُ إِسْتِيطَانًا الْمَكَانَ:** ئولتۇراقلاشتى، ماكانلاشتى، ماكان تۇتتى.

**إِسْتَوْعَبَ يَسْتَوْعِبُ إِسْتِيعَابًا الشَّيْءَ:** ھەممىنى ئالدى.

**إِسْتَوْعَبَهُ:** يىلتىزىدىن قومۇرۇۋەتتى، پۈتۈنلەي يوقاتتى.

**إِسْتَوْعَبَ الْمَكَانُ الشَّيْءَ:** سىغدۇردى.

**إِسْتَوْعَبَ الْحَدِيثَ:** سۆزنى ئاڭلاپ ئىگىلىدى.

**«هٰذِهِ الْقَاعَةُ كَبِيرَةٌ جِدًّا وَيُمْكِنُ أَنْ تَسْتَوْعِبَ ثَلَاثِينَ مِنْضَدَةً»:** بۇ زال ناھايىتى چوڭ بولۇپ بۇنىڭغا 30 ئۈستەل قويغىلى بولىدۇ.

**إِسْتَوْعَى يَسْتَوْعِي إِسْتِيْعَاءً الشَّيْءَ:** ھەممىسىنى ئالدى.

**إِسْتَوْفَزَ يَسْتَوْفِزُ إِسْتِيْفَازًا فِي قَعْدَتِهِ:** ئارامسىز ئولتۇردى.

**إِسْتَوْفَى يَسْتَوْفِي إِسْتِيْفَاءً:** ئېجرا قىلىشنى تەلەپ قىلدى، ئەمەلگە ئاشۇرۇشنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَوْفَى الشَّخْصُ حَقَّهُ:** ھەققىنى تولۇق ئالدى.

**«اَلَّذِيْنَ إِذَا اكْتَالُوا عَلَى النَّاسِ يَسْتَوْفُونَ» ‹قرآن›:** ئۇلار كىشىلەردىن ئۆلچەپ ئالغان چاغدا، تولۇق ئالىدۇ.

**إِسْتَوْفَى قِسْطَهُ مِنَ الرَّاحَةِ:** ئۇ بىر ئاز ئارام ئالدى.

**إِسْتَوْقَدَ يَسْتَوْقِدُ إِسْتِيْقَادًا النَّارَ:** ئوت ياقتى، ئوت ياندۇردى، ئوت تۇتاشتۇردى.

**«مَثَلُهُمْ كَمَثَلِ الَّذِي اسْتَوْقَدَ نَارًا» ‹قرآن›:** ئۇلار گوياكى (كېچىدە ئىسسىنىش ۋە يورۇقلۇق ئېلىش ئۈچۈن) ئوت ياققان كىشىلەرگە ... ئوخشايدۇ.

**إِسْتَوْقَعَ يَسْتَوْقِعُ إِسْتِيْقَاعًا الْأَمْرَ:** كۈتتى، كۆزلىدى، مۇنتەزىر بولدى، قورقتى، ئەنسىرىدى، تەشۋىشلەندى.

**إِسْتَوْقَفَ يَسْتَوْقِفُ إِسْتِيْقَافًا:** توختىتىشنى تەلەپ قىلدى، تۇرۇشنى كۈتتۈندى.

**إِسْتَوْقَفَهُ:** توسىدى، توسالغۇ بولدى، توختاتتى، تىزگىنلىدى.

**إِسْتَوْقَفَ الشُّرْطِيُّ السَّائِقَ:** ساقچى شوپۇرنىڭ توختىشىنى تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَوْقَفَ الْأَمْرُ إِنْتِبَاهَهُ:** ئىش ئۇنىڭ دىققىتىنى قوزغىدى.

**إِسْتَوْلَدَ يَسْتَوْلِدُ إِسْتِيْلَادًا:** بالا تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَوْلَدَ الْمَرْأَةَ:** ئايالنى ھامىلدار قىلدى.

**إِسْتَوْلَى يَسْتَوْلِي إِسْتِيْلَاءً عَلَيْهِ:** ئىگىلىدى، بېسىۋالدى، ئىشغال قىلدى، ئىستىبلا قىلدى، يەڭدى، مەغلۇپ قىلدى، بويسۇندۇردى.

**إِسْتَوْلَى عَلَى الْعَدُوِّ:** دۈشمەن ئۈستىدىن غەلىبە قىلدى.

**إِسْتَوْلَى عَلَى الشَّيْءِ:** ئىگە بولۇۋالدى، پايدىلاندى، ئىگىلەندى.

**إِسْتَوْلَى عَلَيْهِ الدَّهْشَةُ:** تېڭىرقاپ قالدى، قاتتىق چۆچىدى.

**إِسْتَوْلَى عَلَيْهِ الشَّكُّ:** ئۇ دەرگۇمان بولدى.

**إِسْتَوْلَى عَلَى الْحُكْمِ:** ھاكىمىيەتنى ئىگىلىدى، ھاكىمىيەتنى قولغا ئالدى.

**إِسْتَوْهَبَ يَسْتَوْهِبُ إِسْتِيْهَابًا:** سوۋغا تەلەپ قىلدى.

**إِسْتَوَى يَسْتَوِي إِسْتِوَاءً:** تۈز بولدى، توغرىلاندى؛ يېتىلىك پەيتى توشتى.

**«وَلَمَّا بَلَغَ أَشُدَّهُ وَاسْتَوَى آتَيْنَاهُ حُكْمًا وَعِلْمًا» ‹قرآن›:** مۇسا ئۆسۈپ يېتىلگەندە، ئەقلى توشقاندا ئۇنىڭغا پەيغەمبەرلىكنى ۋە ئىلىمنى ئاتا قىلدۇق.

**«لِتَسْتَوُوا عَلَى ظُهُورِهِ» ‹قرآن›:** ئۈستىگە چىقىشىڭلار ئۈچۈن...

**إِسْتَوَى هَذَا بِذَلِكَ:** بۇ ئۇنىڭ بىلەن تەڭلەشتى، باراۋەر بولدى.

**«فِي الرَّبِيْعِ يَسْتَوِي اللَّيْلُ وَالنَّهَارُ»:** ئەتىيازدا كېچە بىلەن كۈندۈز تەڭلىشىدۇ.

**«إِسْتَوَى الْمَاءُ وَالْخَشَبَةُ»:** سۇ ياغاچ بىلەن تەڭلەشتى.

**إِسْتَوَى عَلَى الْكُرْسِيِّ:** تەختتە ئولتۇردى، ئورۇندۇقتا ئولتۇردى.

**إِسْتَوَى عَلَى الدَّابَّةِ:** ئۇلاققا مىندى.

**إِسْتَوَى إِلَى الشَّيْءِ:** باردى، يۈرۈپ كەتتى.

**إِسْتَوَى الثَّمَرُ:** مېۋە پىشتى، مېۋە تەييار بولدى.

**إِسْتَوَى الطَّعَامُ:** تاماق پىشتى.

**إِسْتَوَى عَلَى الْعَرْشِ:** كۆتۈرۈلدى، تەختكە ئولتۇردى.

**إِسْتَوَى عَلَى سَرِيْرِ الْمُلْكِ:** پادىشاھلىق تەختتە ئولتۇردى، سەلتەنەتلىك ئورنىغا چىقتى.

**إِسْتِيَاءٌ:** نارازى بولماق، خاپا بولماق، ئاغرىنماق.

**إِسْتَيْأَسَ يَسْتَيْئِسُ إِسْتِيْآسًا مِنْهُ:** ئۇنىڭدىن ئۈمىد ئۈزدى، ئۈمىدسىزلەندى.

**«فَلَمَّا اسْتَيْأَسُوا مِنْهُ خَلَصُوا نَجِيًّا» ‹قرآن›:** ئۇلار (يۈنىيامىننىڭ ئورنىغا ئۆز ئارىسىدىن

بىرسىنى ئېلىپ قېلىشقا يۈسۈپنىڭ ماقۇل بولۇشىدىن) ئۈمىدسىزلەنگەندىن كېيىن، چەترەك يەرگە بېرىپ مەخپى مەسلىھەتلەشتى.

إِسْتِيدَاعٌ: خىزمەتچىنى پېنسىيە يېشىدىن بۇرۇن خىزمەتتىن چېكىندۈرۈش.

«أُحِيلَ الضَّابِطُ إِلَى الإِسْتِيدَاعِ»: ئوفىتسېر پېنسىيە يېشىغا توشۇشتىن بۇرۇن خىزمەتتىن چېكىندۈرۈلدى.

زِيَادَةُ لِاسْتِيرَادِ عَلَى التَّصْدِيرِ: پاسسىپ بالانس (ئىمپورت قىلىنغان مال ئېكسپورت قىلىنغان مالدىن ئېشىپ كەتمەك).

إِسْتَيْسَرَ يَسْتَيْسِرُ إِسْتِيسَارًا الأَمْرُ: ئىش ئاسانلاشتى، ئىش ئوڭاي بولدى.

إِسْتِيضَاحٌ ج إِسْتِيضَاحَاتٌ: چۈشەندۈرۈپ بېرىشنى تەلەپ قىلماق، شەرھلەپ بېرىشنى كۈتمەك.

«طَلَبَ الْحِزْبُ الإِشْتِرَاكِيُّ إِسْتِيضَاحَاتٍ مِنَ الْحُكُومَةِ»: سوتسىيالىستىك پارتىيە ھۆكۈمەتتىن چۈشەندۈرۈپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى.

إِسْتِيطَانٌ: ئورۇنلاشتۇرماق، ماكانلاشماق، ئورۇنلاشماق.

إِسْتِيطَانُ الْمُسْتَعْمِرِينَ الأَجَانِبَ: مۇستەملىكىچىلەرنىڭ چەت ئەللىكلەرنى ماكانلاشتۇرۇشى.

إِسْتِيعَابٌ: سىغدۇرماق، ئىگىلىمەك، ھەممىنى ئالماق؛ ئىقتىدار.

«لَهُ إِسْتِيعَابٌ عَلَى فَهْمِ أَصْعَبِ الْمَشَاكِلِ الرِّيَاضِيَّةِ»: ئۇ ئەڭ قىيىن ماتېماتىكا مەسىلىلەرنى چۈشىنىش ئىقتىدارىغا ئىگە.

إِسْتِيفَاءٌ: ئادا قىلماق، ئورۇنلىماق.

إِسْتَيْقَظَ يَسْتَيْقِظُ إِسْتِيقَاظًا: ئويغاندى، ئۇيقۇسى ئېچىلدى؛ ھوشىغا كەلدى.

إِسْتَيْقَظَهُ: ئويغىتىشنى تەلەپ قىلدى.

إِسْتَيْقَظَ مِنْ غَفْلَتِهِ: ھوشىنى تاپتى.

«إِسْتَيْقَظَ الْمُعَلِّمُ التِّلْمِيذَ الْكَسُولَ»: ئوقۇتقۇچى ھورۇن ئوقۇغۇچىدىن ھوشىنى يىغىشنى تەلەپ قىلدى.

«إِسْتَيْقَظْتُ مِنَ النَّوْمِ مُبَكِّرًا وَارْتَدَيْتُ مَلَابِسِي مُسْرِعًا»: ئۇيقۇدىن بالدۇرلا ئويغىنىپ، كىيىملىرىمنى تېز كىيدىم.

إِسْتَيْقَنَ يَسْتَيْقِنُ إِسْتِيقَانًا الأَمْرَ: ھەقىقى ئىشەندى.

«لِيَسْتَيْقِنَ الَّذِينَ أُوتُوا الْكِتَابَ وَيَزْدَادُ الَّذِينَ آمَنُوا إِيمَانًا» «قۇرئان»: تاكى ئەھلى كىتاب (ئۆزلىرىنىڭ ساماۋى كىتابلىرىدىكى بۇ ساننى كۆرۈپ قۇرئاننىڭ ھەق ئىكەنلىكىگە) ئىمان ئېيتقاي، مۆمىنلەرنىڭ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بەرگەن خەۋىرىگە ئىشەنگەنلىكلىرىدىن ۋە ئەھلى كىتابنىڭ قۇرئان خەۋەرلىرىنىڭ تەۋرات، ئىنجىلدىكى خەۋەرلەرگە ئۇيغۇن كەلگەنلىكىنى ئېتىراپ قىلغانلىقىدىن) ئىمانى كۈچەيگەي.

إِسْتَيْمَنَ يَسْتَيْمِنُ إِسْتِيمَانًا بِهِ: ياخشىلىقنىڭ ئالامىتى دەپ قارىدى، ياخشىلىقنىڭ بېشارىتى دەپ تونىدى.

إِسْتِيٌّ: سوڭ ئاقمىسى، مەقئەت ئاقمىسى.

أَشْجَحَ يُشْجِحُ إِشْجَاحًا: سىلىق بولدى، يۇمشاق بولدى، مۇلايىم بولدى، نازاكەتلىك بولدى، خۇشخۇي بولدى.

أَشْجَعُ ج شُجَعَاءُ: چىرايلىق يىگىت؛ ساھىبجامال قىز.

أَشْجَفَ يُشْجِفُ إِشْجَافًا الْبَيْتَ: ئۆيگە پەردە تارتتى.

أَشْجَمَ يُشْجِمُ إِشْجَامًا الْمَاءَ: سۇنى ئاققۇزدى، تۆكتى.

أَشْجَمَتِ السَّحَابَةُ: يامغۇر توختىماي ياغدى.

أُشْجُوعَةٌ ج أَسَاجِعُ: «لَوْلَا الْوِئَامُ لَهَلَكَ الأَنَامُ»: غا ئوخشاش قاپىيىلىك سۆز.

أَشْحَتَ يُشْحِتُ إِشْحَاتًا: بۇزۇۋەتتى، كاردىن چىقاردى.

أَشْحَتَتِ التِّجَارَةُ: تىجارەتكە ھارام ئارىلىشىپ قالدى.

أَشْحَتَ الشَّيْءَ: تۈپتىن قومۇرۇۋەتتى، ھالاك قىلدى.

«لَا تَفْتَرُوا عَلَى اللَّهِ كَذِبًا فَيُسْحِتَكُمْ بِعَذَابٍ» «قۇرئان»: ئاللاھقا يالغاننى چاپلىماڭلار (يەنى سېھرىڭلار ئارقىلىق مۆجىزىلىرىمگە تاقابىل تۇرۇشنى دەۋا قىلماڭلار) ئاللاھ سىلەرنى قاتتىق ئازاب بىلەن ھالاك قىلىدۇ.

أَشْحَتَ الشَّيْءَ: قانۇنسىز پايدا ئالدى، ھالاك قىلدى، خاراب قىلدى، ۋەيران قىلدى.

أَشْحَتَ فِي تِجَارَتِهِ: سودىسىدا ھارام پايدا ئالدى.

أَشْحَتَ الشَّخْصُ: ھارام پايدىغا ئېرىشتى.

أَشْحَتَ التِّجَارَةُ: سودىسى ھارام بولدى، سودىسى قانۇنسىز بولدى.

أَسْحَرَ يُسْحِرُ إِسْحَارًا: ئەتىگەندە ماڭدى، سەھەردە ماڭدى، سەھەر تۇردى.

أَسْحَمُ م سَحْمَاءُ ج سُحْمٌ: قارا، قاپقارا.

أَسْخَطَ يُسْخِطُ إِسْخَاطًا: غەزەپلەندۈردى، ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

«ذَلِكَ بِأَنَّهُمُ اتَّبَعُوا مَا أَسْخَطَ اللَّهَ وَكَرِهُوا رِضْوَانَهُ فَأَحْبَطَ أَعْمَالَهُمْ» «قرآن» : بۇ (ئازاب) شۇنىڭ ئۈچۈندۈركى، ئۇلار ئاللاھنى دەرغەزەپ قىلىدىغان نەرسىلەرگە ئەگەشتى، ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى ياقتۇرمىدى، شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنى بىكار قىلدى.

«لاَ تَفْعَلْ مَا يُسْخِطُ اللَّهَ» : ئاللاھنى غەزەپلەندۈرىدىغان ئىشنى قىلمىغىن.

أَسْخَمُ ج سُخْمٌ: قارا.

لَيْلٌ أَسْخَمُ: قاپقاراڭغۇ كېچە.

اِسْخَمَّ يَسْخَمُّ إِسْخِمَامًا: قارايدى.

أَسْخَنَ يُسْخِنُ إِسْخَانًا: قىززىتتى، ئىسسىتتى.

أَسْخَنَ اللَّهُ عَيْنَهُ: ئۇنىڭ بېشىغا خاپىلىق كەلسۇن.

أَسَدٌ ج أُسُودٌ و أُسْدٌ و آسَادٌ و آسُدٌ م لَبُؤَةٌ: شىر.

لَهُ جُثَّةُ الْأَسَدِ: ئۇ چوڭ نىسۋەتگە ئىگە.

دَاءُ الْأَسَدِ: جۈزام كېسەللىكىنىڭ بىر خىلى.

أَسَدٌ هِنْدِيٌّ: يولۋاس.

أَسَدٌ بَحْرِيٌّ: دېڭىز شىرى.

بُرْجُ الْأَسَدِ: ئەسەد بۇرجى.

أَسَدٌّ ج سُدٌّ: ئەڭ مۇۋاپىق، ئەڭ توغرا، ئەڭ ئۇيغۇن، دۇرۇس.

أَسْدَسَ يُسْدِسُ إِسْدَاسًا الْقَوْمُ: ئالتە بولدى.

أَسْدَفَ يُسْدِفُ إِسْدَافًا اللَّيْلُ: كېچە قاراڭغۇلاشتى، قارايدى، زۇلمەت باستى.

أَسْدَفَ عَنْ: ئايرىلدى، چەتنىدى.

أَسْدَفَ الشَّخْصُ: قاراڭغۇلۇققا كىردى.

أَسْدَفَتِ الْعَيْنُ: كۆزى قاراڭغۇلاشتى.

أَسْدَلَ يُسْدِلُ إِسْدَالاً الشَّعْرَ: چاچنى قويۇۋەتتى، چاچنى ساڭگىلىتىپ قويدى.

أَسْدَلَ السِّتَارَ: پەردىنى چۈشۈرۈۋەتتى.

«اِنْتَهَتِ الْمَسْرَحِيَّةُ وَأُسْدِلَ السِّتَارُ» : تىياتىر تۈگىدى، پەردە چۈشۈرۈلدى.

أَسْدَى يُسْدِي إِسْدَاءً بِيَدِهِ: قول سۇندى، قول سوزدى.

أَسْدَى إِلَيْهِ مَعْرُوفًا: ئۇنىڭغا نەرسە بەردى، ئاتا قىلدى، ياردەم بەردى، ياخشىلىق قىلدى، خەير-ئېھسان قىلدى.

أَسْدَى إِلَيْهِ النُّصْحَ: ئۇنىڭغا نەسىھەت قىلدى، مەسلىھەت بەردى، سەمىمىي بولدى.

أَسَدِيٌّ: ئۆرۈش يىپ.

أَسَرَ يَأْسِرُ أَسْرًا وَإِسَارَةً وَإِسَارًا: ئەسىر ئالدى؛ ھالاك ـ تالاك قىلدى.

«فَرِيقًا تَقْتُلُونَ وَتَأْسِرُونَ فَرِيقًا» «قرآن» : (ئۇلارنىڭ) بىر بۆلىكىنى ئۆلتۈردۈڭلار ۋە بىر بۆلىكىنى ئەسىر ئالدىڭلار.

أَسَرَ لُبَّهُ: ئەقلىنى لال قىلدى.

أَسْرٌ: پۈتۈن، ھەممە؛ ئەسىر ئالماق.

«جَاءَ الطُّلاَّبُ بِأَسْرِهِمْ» : پۈتۈن ئوقۇغۇچىلار كەلدى.

أَسْرٌ: سولىماق؛ كۈچ ـ قۇۋۋەت.

هُوَ شَدِيدُ الْأَسْرِ: ئۇ ناھايىتى كۈچلۈكتۇر.

«نَحْنُ خَلَقْنَاهُمْ وَشَدَدْنَا أَسْرَهُمْ وَإِذَا شِئْنَا بَدَّلْنَا أَمْثَالَهُمْ تَبْدِيلاً» «قرآن» : بىز ئۇلارنى ياراتتۇق، ئۇلارنىڭ بەدىنىنى مەزمۇت قىلدۇق، ئەگەر بىز خالىساق (ئۇلارنى ھالاك قىلىپ) ئورنىغا ئۇلارغا ئوخشاش باشقا ئادەملەرنى دەسسىتەتتۇق.

أُسْرٌ: سىيدۈك توختاپ قېلىش.

إِسْرَاءٌ: كېچىدە سەپەر قىلماق.

اَلْإِسْرَاءُ: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر كېچە-دە ھەرەم مەسچىتىدىن ئەقسا مەسچىتىگە بېرىپ كەلگىنى.

إِسْرَائِيلُ: ياقۇپ ئەلەيھىسسالامنىڭ نامى

إِسْرَائِيلِيٌّ: يەھۇدى، جوھۇت.

إِسْرَافٌ: ئىسراپ قىلماق، بۇزۇپ چاچماق.

إِسْرَافِيلُ: قىيامەت قايىم بولغاندا بۇرغا چالىدىغان پەرىشتە.

أَسْرَأَ يُسْرِئُ إِسْرَاءً: تۇخۇم تۇغىدۇرۇش ۋاقتى يېقىنلاشتى.

أَسْرَبَ يُسْرِبُ إِسْرَابًا الْمَاءَ وَنَحْوَهُ: سۇنى ئېقىتتى، ئاققۇزدى.

أُسْرُبٌ: سۇرمە تاش، گرانىت.

أُسْرَةٌ ج أُسَرٌ: ئائىلە؛ جەمەت؛ سۇلالە، خاندان.

رَبُّ الْأُسْرَةِ: ئائىلە باشلىقى.

أُسْرَةُ الْجَرِيدَةِ: گېزىتخانىدىكىلەر جاماتەسى.

أُسْرَةُ اللُّغَاتِ الشَّامِيَّةِ: سام تىللىرى ئائىلىسى.

اَلْأُسْرَةُ التَّعْلِيمِيَّةُ: مائارىپ ساھەسىدە ئىشلىگۈچىلەر.

أَسْرَجَ يُسْرِجُ إِسْرَاجًا الْحِصَانَ: قېچىرنى ئىگەرلىدى، ئىگەر توقۇدى.

أَسْرَجَ السِّرَاجَ: چىراغنى ياقتى.

أَسْرَجَ الشَّيْءَ: بېزىدى، زىننەتلىدى، چىرايلىق قىلدى.

أَسْرَدَ يُسْرِدُ إِسْرَادًا الشَّيْءَ: تەشتى، تۆشۈك ئاچتى.

أَسَرَّ يُسِرُّ إِسْرَارًا الشَّيْءَ: خۇش قىلدى، ھەيران قالدۇردى.

أَسَرَّ إِلَيْهِ السِّرَّ: سىر ساقلىدى، سىرنى يوشۇردى.

أَسَرَّ إِلَيْهِ حَدِيثًا: ئۇنىڭغا يوشۇرۇن سۆزلىدى، پىچىرلىدى، پىچىرلاپ سۆزلىدى.

«فَأَسَرَّهَا يُوسُفُ فِي نَفْسِهِ» «قۇرئان»: يۇسۇپ (ئۇلارنىڭ) بۇ سۆزىنى ئىچىدە بىلدى.

«وَإِذْ أَسَرَّ النَّبِيُّ إِلَى بَعْضِ أَزْوَاجِهِ حَدِيثًا» «قۇرئان»: ئۆز ۋاقتىدا پەيغەمبەر ئاياللىرىدىن بىرىگە (يەنى ھەفسەگە) بىر سۆزنى يوشۇرۇن ئېيتقانىدى.

أَسْرَعَ يُسْرِعُ إِسْرَاعًا: ئالدىرىدى.

«أَسْرِعْ حَتَّى لَا تَتَأَخَّرَ»: كېچىكمەسلىكىڭ ئۈچۈن ئالدىرا.

أَسْرَفَ يُسْرِفُ إِسْرَافًا الْمَالَ: ئىسراپ قىلدى، بۇزۇپ چاچتى، ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتتى، بەتخەجلىك قىلدى، چېكىدىن ئاشتى.

«وَكُلُوا وَاشْرَبُوا وَلَا تُسْرِفُوا» «قۇرئان»: يەڭلار، ئىچىڭلار، ئىسراپ قىلماڭلار.

أَسْرَفَ فِي كَذَا: ئىسراپ قىلدى، ھەددىدىن ئاشتى.

أَسْرَفَ فِي الْكَلَامِ: چېكىدىن ئاشۇرۇۋەتتى.

أُسْرُوعٌ ج أَسَارِيعُ: يىپەك قۇرتى، كېپىنەك قۇرتى.

أَسْرَى يُسْرِي إِسْرَاءً الثَّوْبَ عَنْهُ: كىيىمىنى سېلىۋەتتى، سالدۇردى.

أَسْرَى اللَّيْلَ وَبِهِ: كېچىسى ماڭدى.

«سُبْحَانَ الَّذِي أَسْرَى بِعَبْدِهِ لَيْلًا مِنَ الْمَسْجِدِ الْحَرَامِ إِلَى الْمَسْجِدِ الْأَقْصَى» «قۇرئان»: ئاللاھ (بارچە نۇقسانلاردىن) پاكتۇر، بەندىسىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى) بىر كېچە-دە مەسچىتى ھەرەمدىن ئەقسا مەسچىتىگە ئېلىپ كەلدى.

أَسْرَى الشَّخْصَ وَبِهِ: سەپەر قىلدۇردى، سەيرى قىلدۇردى.

أُسَرِيٌّ: ئائىلىگە مەنسۇپ.

«يَجِبُ الْمُحَافَظَةُ عَلَى الرَّوَابِطِ الْأُسَرِيَّةِ»: ئائىلىۋى مۇناسىۋەتنى ساقلاش لازىم.

أُسٌّ ج أَسَاسٌ: تۈپ يىلتىز، ئاساس.

«قَلَعَهُ مِنْ أُسِّهِ»: ئۇ، ئۇنى تۈپ يىلتىزىدىن قومۇرۇپ تاشلىدى.

إِسْخَنَ يَسْخَنُ إِسْخَانًا: ئىسسىدى، قىزىدى.

أَسَّسَ يُؤَسِّسُ تَأْسِيسًا الْبِنَاءَ: ئۇل سالدى، ئاساس ئورناتتى.

«لَمَسْجِدٌ أُسِّسَ عَلَى التَّقْوَى مِنْ أَوَّلِ يَوْمٍ أَحَقُّ

**أَنْ تَقُوْمَ فِيْهِ** «قۇرئان» : بىرىنچى كۈنىدىن تارتىپلا تەقۋا ئاساسىغا قۇرۇلغان مەسچىت ھەقىقەتەن سىنىڭ ناماز ئوقۇشۇڭغا ئەڭ لايىقتۇر.

**أَشَّسَ شِرْكَةً**: شىركەت قۇردى.

**أَشَّسَ الْمَشْرُوعَ**: پىلان تۈزدى.

«**أَشَّسَتِ الْحُكُومَةُ جَامِعَةً جَدِيْدَةً**» : ھۆكۈمەت يېڭى ئۇنىۋېرسىتېت تەسىس قىلدى.

**أَشَّلَ يَشِّلُ تَأْسِيْلًا**: تۇبېركۇليوز كېسىلىگە گىرىپتار بولدى.

**إِشْكَارٌ**: يېزىلغان نەرسە؛ ھېكايە.

**إِشْكَاقَ يَشْكَاقُ إِشْطِيَاقًا بِالشَّيْءِ**: تاۋاپ قىلدى.

**إِشْكَبْلٌ** ج **إِشْكَبْلَاتٌ**: ئېغىل، قوتان، ئاتخانا.

**أُشْطُرْلَابٌ**: قەدىمكى ئاسمان جىسىملىرىنى ئۆلچەش ۋە ۋاقىتلارنى بىلىش ئەسۋابى.

**أَشْطَعُ**: بوينى ئۇزۇن.

**أُشْطُوَانَةٌ**: تۈۋرۈك؛ سىلىندىر؛ ناخشا، ساز ئېلىنغان لېنتا.

**أُشْطُوَانَةٌ** ج **أَسَاطِينُ** و **أَسَاطِنَةٌ وَأُشْطُوَانَاتٌ**: تۈۋرۈك؛ ئېللىپس شەكىلدىكى جىسىم؛ سىلىندىر شەكىللىك جىسىم.

**أُشْطُوَانَةُ الْغَازِ**: گاز تۈڭى.

**أُشْطُوَانَةُ الْفُنْغْرَافِ أَوِ الْفُنِغْرَافِ**: پاتېفون تەخسىسى، پاتېفون پىلاستىنكىسى.

**أُشْطُوَانَةُ آلَةِ التَّسْجِيْلِ**: غالتەك (ئۈنئالغۇنىڭ).

**أُشْطُوَانَةُ الْحَاكِي**: پاتېفون تەخسىسى.

**أَسَاطِيْنُ الْأَدَبِ**: مەشھۇر ئەدىبلەر.

«**هُوَ مِنْ أَسَاطِيْنِ الْحِكْمَةِ**» : ئۇ ئەقىل - پاراسەتتە ئىشەنچلىك تايانچىلاردىن.

**أُشْطُوَانِيٌّ**: سىلىندىر شەكىلدە.

**أُشْطُورَةٌ** ج **أَسَاطِيرُ**: ھېكايە، چۆچەك، ئەپسانە، رىۋايەت؛ سەپسەتە، قۇرۇق سۆز، يوقىلاڭ سۆز.

«**يَسْتَخْدِمُ الْأُدَبَاءُ الْأُسْطُورَةَ لِلتَّعْبِيْرِ عَنْ فِكْرَةٍ مَا**» : ئەدىبلەر ئەپسانىنى مەلۇم ئىدىيىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن قوللىنىدۇ.

**عِلْمُ الْأَسَاطِيرِ**: ئەپسانىشۇناسلىق.

**أَسَاطِيرُ الْأَقْدَمِينَ**: بۇرۇنقىلارنىڭ ئەپسانىلىرى.

«**إِنْ هَذَا إِلَّا أَسَاطِيْرُ الْأَوَّلِيْنَ**» «قۇرئان» : بۇ پەقەت بۇرۇنقىلاردىن قالغان ئەپسانىلاردۇر.

**أُشْطُورِيٌّ**: ئەپسانىۋى.

**بُطُولَةٌ أُشْطُورِيَّةٌ**: ئادەتتىن تاشقىرى باتۇرلۇق.

«**تَحْتَوِي أَلْفُ لَيْلَةٍ وَلَيْلَةٌ عَلَى حِكَايَاتٍ أُشْطُورِيَّةٍ**» : مىڭ بىر كېچە ئەپسانىۋى ھېكايىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

**أُشْطُوْلٌ بَحْرِيٌّ** ج **أَسَاطِيْلُ**: فىلوت، ئىسكادرا جەڭ پاراخوتلىرى؛ كېمە ئەترىتى.

**أُشْطُولٌ جَوِّيٌّ**: ھاۋا پولكى، ئۇچقۇچىلار ئەترىتى.

**إِشْطِيرٌ**: يېزىلغان نەرسە؛ ھېكايە.

**إِشْعَافٌ**: ياردەم بەرمەك، قۇتقۇزماق.

**عَرَبَةُ الْإِشْعَافِ**: قۇتقۇزۇش ماشىنىسى.

**رِجَالُ الْإِشْعَافِ**: جىددىي قۇتقۇزۇش خادىملىرى.

**جَمْعِيَّةُ الْإِشْعَافِ**: جىددىي قۇتقۇزۇش جەمئىيىتى.

**سَيَّارَةُ إِشْعَافٍ**: قۇتقۇزۇش ماشىنىسى.

**أَشْعَدَ يُشْعِدُ إِشْعَادًا**: ئۇنى بەختلىك قىلدى.

**أَشْعَدَهُ اللّٰهُ**: ئاللاھ ئۇنىڭغا بەخت ئاتا قىلسۇن.

«**أَشْعَدَكَ اللّٰهُ مَسَاءَكَ**» : ئاللاھ كەچلىكىڭنى خەيرلىك قىلسۇن.

**أَشْعَرَ يُشْعِرُ إِشْعَارًا النَّارَ أَوِ الْحَرْبَ أَوْ نَحْوَهُمَا**: ئوت ياندۇردى، ئۇرۇش قوزغىدى.

**أَشْعَطَ يُشْعِطُ إِشْعَاطًا الدَّوَاءَ**: بۇرنىغا دورا تېمىتتى.

**أَشْعَفَ يُشْعِفُ إِشْعَافًا الْمَرِيضَ**: كېسەلنى قۇتۇلدۇردى، دورا بىلەن داۋالىدى.

**أَشْعَفَهُ بِحَاجَتِهِ**: ھاجىتىدىن چىقتى، ھاجىتىنى راۋا قىلدى.

**أَشْعَنَ يُشْعِنُ إِشْعَانًا**: چېدىر تىكتى، سايىۋەن تىكتى.

**أَشْعَى يُشْعِي إِشْعَاءً الرَّجُلَ**: ھەرىكەتلەندۈردى، چاپتۇردى.

**أَشْعَى بِـ**: ئىزدىدى؛ تاپتى.

**أَسِيَ يَأْسَى أَسًى:** ئەپسۇسلاندى، ئۆكۈندى، پۇشايمان قىلدى.

**أَسِيَ عَلَيْهِ:** قايغۇردى.

**«أَسِيَ عَلَى وَفَاةِ صَدِيقِهِ»:** ئۇ دوستىنىڭ ۋاپات بولغانلىقىغا كۆڭلى يېرىم بولدى.

**«أَسِفْتُ لِمَا وَقَعَ بَيْنَنَا مِنْ سُوءِ فَهْمٍ»:** بىزنىڭ ئارىمىزدا يۈز بەرگەن ئۇقۇشماسلىقتىن ئەپسۇسلاندىم.

**أَمْرٌ يُؤْسَى لَهُ:** ئەپسۇسلىنارلىق ئىش.

**يُؤْسَى لَهُ:** كىشىنى ئەپسۇسلاندۇرىدىغان.

**«وَمِمَّا يُؤْسَى لَهُ أَنَّنَا لَانَتَّعِظُ أَحْيَانًا بِدُرُوسِ الْمَاضِي»:** كىشىنى ئەپسۇسلاندۇرىدىغىنى شۇكى، گاھىدا ئۆتكەن ساۋاقلاردىن ئىبرەت ئالمايمىز.

**أَسًى:** ئەپسۇسلانماق، ھەسرەت چەكمەك.

**بِكُلِّ أَسًى:** ئېچىنىش بىلەن، ئەپسۇسلىنىش بىلەن.

**مَعَ الْأَسَى:** ئېچىنىش بىلەن، ئەپسۇسلىنىش بىلەن.

**«كَانَ بِكُلِّ أَسَفٍ غَيْرَمُسْتَعِدٍّ لِلتَّفَاهُمِ»:** ئۇنىڭ ئۆز ئارا چۈشىنىش نىيىتىنىڭ يوقلىقىدىن بەك ئەپسۇس.

**يَالَلْأَسَفِ:** ئەپسۇس، ئىسىت، ئەتتەڭ، ئەتتەڭنەي، بەك ئەپسۇس.

**وَاأَسَفَاهُ. يَاأَسَفَاهُ:** ئىسىت، ھەي ئىسىت.

**«يَا أَسَفَى عَلَى يُوسُفَ» «قۇرئان»:** ئىسىت يۇسۇپ!

**أَسِفٌ:** ئەپسۇسلانغۇچى، ئېچىنغۇچى.

**«فَرَجَعَ مُوسَى إِلَى قَوْمِهِ غَضْبَانَ آسِفًا» «قۇرئان»:** مۇسا قەۋمىگە غەزەپلەنگەن ھالدا خاپا قايتتى.

**أَنَا أَسِفٌ:** مېنى كەچۈرۈڭ، ئىنتايىن خىجىلمەن.

**أَسْفَرَ يُسْفِرُ إِسْفَارًا:** يورىدى، ئوچۇق بولدى، ئاشكارا بولدى، روشەن بولدى.

**أَسْفَرَ الصُّبْحُ:** تاڭ يورىدى.

**«وَاللَّيْلِ إِذْ أَدْبَرَ وَالصُّبْحِ إِذَا أَسْفَرَ» «قۇرئان»:** ئۆتۈپ كەتكەن كېچە بىلەن قەسەمكى، يورۇغان سۈبھى بىلەن قەسەمكى.

**أَسْفَرَ الْفَجْرُ:** تاڭ يورىدى.

**أَسْفَرَ عَنْ أَمْرٍ:** ئاشكارلىدى، نەتىجىلىدى.

**«أَسْفَرَ الْإِجْتِمَاعُ عَنْ اتِّفَاقٍ تَامٍّ»:** يىغىن تولۇق ئىتتىپاقلىق ئېلىپ كەلدى.

**أَسْفَرَتِ الْمَرْأَةُ:** ئايال يۈزىنى ئاچتى.

**أَسْفَرَتِ الْحَرْبُ:** ئۇرۇش قىزىپ كەتتى، ئەۋجىگە چىقتى، يۇقىرى پەللىگە چىقتى.

**أَسْفَعُ:** سۆسۈن رەڭ.

**أَسَفَّ يُسِفُّ إِسْفَافًا:** ناچار ئىشلارنى تەلەپ قىلدى، چۈشكۈنلەشتى.

**أَسَفَّ الطَّائِرُ:** قۇش پەسلىدى، ئۇچۇپ ئۆتتى.

**أَسَفَّ الْخُوصَ:** توقۇدى، يەشتى، ئەشتى.

**أَسَفَّ النَّظَرَ إِلَيْهِ:** تىكىلىپ قارىدى، سىنچىلاپ قارىدى، دىققەت بىلەن قارىدى.

**أَسَفَّ فِي حَدِيثِهِ أَوْ مُنَاقَشَتِهِ:** تۆۋەن دەرىجىگە چۈشۈپ قالدى، چۈشكۈن دەرىجىگە چۈشۈپ قالدى.

**أَسْفَقَ يُسْفِقُ إِسْفَاقًا الْبَابَ:** ئىشىكنى قاتتىق ياپتى، «جاق» قىلىپ ياپتى.

**أَسْفَلُ ج أَسَافِلُ:** تۆۋەن تەرىپى، تۆۋەن قىسمى، ئەڭ تۆۋەن قىسمى.

**«ثُمَّ رَدَدْنَاهُ أَسْفَلَ سَافِلِينَ» «قۇرئان»:** ئاندىن ئۇنى (چىرايلىق ياراتقانلىق نېمىتىمىزگە شۈكۈر قىلماي ئاسىيلىق قىلغانلىقتىن) دوزاخقا قايتۇردۇق.

**أَسْفَلُ السَّافِلِينَ:** ئەڭ تۆۋەنكى، ئەڭ ئاستىنقى، ئەڭ تېگىدىكى، دوزاخ.

**اَلدَّرْكُ الْأَسْفَلُ:** ئەڭ ئاستى، ئەڭ تېگى تەرىپى.

**«إِنَّ الْمُنَافِقِينَ فِي الدَّرْكِ الْأَسْفَلِ مِنَ النَّارِ» «قۇرئان»:** مۇناپىقلار چوقۇم دوزاخنىڭ ئەڭ ئاستىنقى قەۋىتىگە (يەنى قەئرىگە) تاشلىنىدۇ.

**أَسْفَلْتٌ:** ئاسفالت، قاراماي.

**إِسْفَنْجٌ:** بۇلۇت؛ بىر خىل سۇ ھايۋىنى، دېڭىز يۇسۇنى.

**إِسْفَنْجِيٌّ:** كۆپ تۆشۈكلۈك.

**أَشْفَى يُشْفِي إِشْفَاءً الرِّيْحُ التُّرَابَ:** ئۇچۇردى، شامال توپىنى تۇزۇتتى.

**إِشْفِينٌ:** شىنا، قوزۇق.

**«دَقَّ بَيْنَهُمْ إِشْفِيْنًا»:** ئۇلارنىڭ ئارىسىغا بۆلگۈنچىلىك سالدى، ئۇلارنى ئايرىۋەتتى.

**إِشْقَاطٌ:** چۈشۈرىۋەتمەك، ئاغدۇرماق، ئېلىپ تاشلىماق، چىقىرىپ تاشلىماق، يىقىتماق، غۇلاتماق، ئاستىن ـ ئۈستۈن قىلىۋەتمەك.

**إِشْقَالَةٌ ج أَسَاقِيلُ:** ئۇستەل، شىرە، پەشتاق، سۇپا، قۇرۇلۇش جازىسى.

**أَشْقَبَ يُشْقِبُ إِشْقَابًا:** يېقىنلاشتى، ئاز قالدى، تۇتاشتى.

**إِسْقِدَاجٌ:** قوغۇشۇن ئېقى.

**إِسْتَقْرَبُوطٌ:** ۋىتامىن C يېتىشمەسلىك كېسىلى بولۇپ، ئۇنىڭدا تېرە يېرىلىدىغان ۋە چىشنىڭ گۆشلىرى قانايدىغان ئالامەتلەر كۆرۈلىدۇ.

**أَسْقَطَ يُسْقِطُ إِسْقَاطًا الشَّيْءَ:** چۈشۈرىۋەتتى، غولىتىۋەتتى، يىقىتتى، ئاغدۇرۇپ تاشلىدى.

**«فَأَسْقِطْ عَلَيْنَا كِسَفًا مِنَ السَّمَاءِ إِنْ كُنْتَ مِنَ الصَّادِقِيْنَ» «قرآن»:** ئەگەر (سۆزۈڭدە) راستچىللاردىن بولساڭ، بىزگە ئاسماندىن ئازاب چۈشۈرگىن.

**أَسْقَطَ عَدَدًا مِنْ عَدَدٍ:** ئېلىۋەتتى، كېمەيتتى، ھەققىدىن ۋاز كەچتى.

**أَسْقَطَ الدَّعْوَى:** دەۋادىن ۋاز كەچتى.

**أَسْقَطَ إِسْمَهُ:** ئىسمىنى ئۆچۈرۈپ تاشلىدى.

**أَسْقَطَ الأَسْنَانَ:** چىشىنى چۈشۈرۈۋەتتى.

**أَسْقَطَ الطَّائِرَةَ:** ئايروپىلاننى چۈشۈردى.

**«أَسْقَطَ سَاعَتَهُ فِي الْمَاءِ»:** ئۇ سائىتىنى سۇغا چۈشۈرۈۋەتتى.

**أَسْقَطَ جِصْنًا:** قورغاننى ئىشغال قىلدى.

**أُسْقِطَ فِي يَدِهِ:** ھاڭ ـ تاڭ قالدى، ئېڭىرقاپ قالدى.

**أَسْقَطَتِ الْحَامِلُ الْجَنِيْنَ:** ھامىلدار بالىسىنى چۈشۈرۈۋەتتى.

**أُسْقُفٌ ج أَسَاقِفَةٌ و أَسَاقِفُ:** باش روھانى ئېپىسكوپ.

**رَئِيْسُ الأَسَاقِفَةِ:** باش ئېپىسكوپ.

**أُسْقُفِيٌّ:** ئېپىسكوپ باشقۇرۇشىدىكى رايون.

**أُسْقُفِيَّةٌ:** ئېپىسكوپ باشقۇرۇشىدىكى رايون.

**أَسْقَمَ يُسْقِمُ إِسْقَامًا ـ هُ:** كېسەل قىلدى.

**«أَسْقَمَهُ الْعِشْقُ وَهَجْرُ الْحَبِيبِ»:** ئىشق ـ مۇھەببەت ۋە دوستلارنىڭ پىراقى ئۇنى كېسەل قىلىۋەتتى.

**إِسْقَلْقُوْرٌ:** سەقەنقۇر، كەسلەنچۈك، دېڭىز ئېيتى.

**أَسْقَى يُسْقِي إِسْقَاءً الرَّجُلَ:** ئۇسسۇزلۇق بەردى، سۇغاردى.

**«وَأَسْقَيْنَاكُمْ مَاءً فُرَاتًا» «قرآن»:** سىلەرنى تاتلىق سۇ بىلەن سۇغاردۇق.

**إِسْكَافٌ ج أَسَاكِفَةٌ:** موزدۇز، ياماقچى.

**إِسْكَافِيٌّ:** موزدۇز، ياماقچى.

**إِسْكَانٌ:** ماكانلاشتۇرماق، ئورۇنلاشتۇرماق، ئورۇن بەرمەك.

**دَائِرَةُ الإِسْكَانِ:** ئۆي ـ جاي ئىدارىسى.

**وَزَارَةُ الإِسْكَانِ:** ئۆي ـ جاي تۇرالغۇ مىنىستىرلىكى.

**أَزْمَةُ الإِسْكَانِ:** ئۆي ـ جاي تۇرالغۇ كىرزىسى.

**أَسْكَتَ يُسْكِتُ إِسْكَاتًا:** ئۇنى گەپ قىلدۇرمىدى، ئېغىز ئاچقۇزمىدى، زۇۋان سۈرگىلى قويمىدى، جىملىدى، تىنچلاندۇردى.

**«حَاوَلْنَا أَنْ نُسْكِتَهُ وَلَكِنَّهُ اسْتَمَرَّ فِي كَلَامِهِ»:** ئۇنى ئېغىز ئاچقۇزماسلىقتا ئۇرۇنغان بولساقمۇ ئۇ ئۆزىنىڭ سۆزىنى داۋاملاشتۇرىۋەردى.

**أَسْكَرَ يُسْكِرُ إِسْكَارًا الْخَمْرُ:** ھاراق ئۇنى مەست قىلىپ قويدى.

**«مَا يُسْكِرُ كَثِيرُهُ فَقَلِيلُهُ حَرَامٌ» «حديث»:** كۆپى مەست قىلىدىغان نەرسىنىڭ ئېزىمۇ ھارام.

**أَسْكَرَهُ الشَّخْصُ:** ئۇنىڭغا ھاراق ئىچكۈزۈپ مەست قىلىپ قويدى.

**«أَسْكَرَهُ أَصْحَابُهُ لِيَضْحَكُوا عَلَيْهِ»:** مازاق قىلىش ئۈچۈن دوستلىرى ئۇنى مەست قىلىپ قويدى.

**أَشْكَقُ:** موزدوز، ياماقچى.

**أَشْكُفَّةٌ:** بوسوغا.

**أُشْكُفَّةُ الشُّبَّاكِ:** دېرىزە تەكچىسى.

**أُشْكُفَّةُ الْبَابِ:** بوسوغا.

**أَسَكُّ م سَكَّاءُ ج سُكٌّ:** گاس، پالاق.

**أَسْكَنَ يُسْكِنُ إِسْكَانًا هُ الْمَكَانَ أَوْ فِي الْمَكَانِ:** ئولتۇراقلاشتۇردى، ئورۇن بەردى، ماكانلاشتۇردى، تۇرغۇزدى.

«رَبَّنَا إِنِّي أَسْكَنْتُ مِنْ ذُرِّيَّتِي بِوَادٍ غَيْرِ ذِي زَرْعٍ عِنْدَ بَيْتِكَ الْمُحَرَّمِ رَبَّنَا لِيُقِيمُوا الصَّلَاةَ» «قۇرئان» : پەرۋەردىگارىمىز! ئەۋلادىمنىڭ بىر قىسمىنى (يەنى بالام ئىسمائىل بىلەن ئايالىم ھاجەرنى) ناماز ئوقۇسۇن دەپ سېنىڭ ھۆرمەتلىك ئۆيۈڭنىڭ قېشىدىكى ئېكىنسىز بىر ۋادىغا (يەنى مەككىگە) ئورۇنلاشتۇردۇم.

«إِنْ يَشَأْ يُسْكِنِ الرِّيحَ» «قۇرئان» : ئەگەر ئاللاھ خالىسا، شامالنى توختىتىۋېتىدۇ.

**أَسْكَنَهُ:** تىنچلاندۇردى، بېسىقتۇردى.

**أَسْكَنَهُ اللّٰهُ فَسِيحَ جَنَّاتِهِ:** ئاللاھ ئۇنىڭغا كەڭ جەننەتتىن ئورۇن بەرسۇن.

«أَسْكَنْتُ أَخِي فِي مَنْزِلِي» : قېرىندىشىمنى ئۆيۈمدە تۇرغۇزدۇم.

**أُسْكُوبٌ:** تۆكۈلگەن، قويۇلغان، سېپىلگەن.

**أَسْكُوفٌ:** موزدوز، ياماقچى.

**أُسْكُفَّةٌ:** بوسوغا، تاپسا.

**أُسْكُفَّةُ الْبَابِ:** بوسوغا، تاپسا.

**إِسْكِيمٌ:** راھىبلارنىڭ مۇراسىم كىيىمى، كاسايا.

**أَسَلٌ و أَسَلَةٌ:** پىلىكنوت؛ چىمئوت.

**إِسْلَامٌ:** بويسۇنماق، باش ئەگمەك، ئىتائەت قىلماق.

**اَلْإِسْلَامُ:** ئىسلام دىنى.

«اَلْيَوْمَ أَكْمَلْتُ لَكُمْ دِينَكُمْ وَأَتْمَمْتُ عَلَيْكُمْ نِعْمَتِي وَرَضِيتُ لَكُمُ الْإِسْلَامَ دِينًا» «قۇرئان» : بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم، سىلەرگە نېمىتىمنى تاماملىدىم، ئىسلام دىنىنى سىلەرنىڭ دىنىڭلار بولۇشقا تاللىدىم.

**أَهْلُ الْإِسْلَامِ:** مۇسۇلمانلار.

**إِسْلَامِيٌّ:** ئىسلام دىنىنىڭ، ئىسلام دىنىغا ئائىت.

**أَسْلَبَتِ يُسْلِبُ إِسْلَابًا الْمَرْأَةُ:** ئايال بالىسىنى يوقاتتى، بالىسى ئۆلدى.

**أَسْلَتُ ج سُلْتٌ:** كېسىلگەن بۇرۇن.

**أَسَلَةٌ:** تىكەن.

**أَسَلَةُ اللِّسَانِ:** تىلنىڭ ئۇچى.

**أَسْلَسَ يُسْلِسُ إِسْلَاسًا قِيَادَهُ:** بويسۇندۇردى، باش ئەگدۈردى، ئىتائەت قىلدۇردى.

**أَسْلَعُ م سَلْعَاءُ ج سُلْعٌ:** پۈتى يېرىق ئادەم.

**أَسْلَقَ يُسْلِقُ إِسْلَاقًا الْأَرْضَ:** يەرنى تۈزلىدى، يەرنى تەكشىلىدى، سۆرەم سالدى، يەرنى تىرنىلىدى.

«كُلُوا وَاشْرَبُوا هَنِيئًا بِمَا أَسْلَفْتُمْ فِي الْأَيَّامِ الْخَالِيَةِ» «قۇرئان» : ئاللاھ ئۆتكەنكى كۈنلەردە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلىقىڭلار ئۈچۈن خۇشال ـ خۇرام يەڭلار، ئىچىڭلار.

**أَسْلَفَهُ مَالًا:** مالنى قەرز بەردى، مالنى ئۆتنە بەردى، مالنى ئارىيەت بەردى.

**أَسْلَفَهُ الشَّيْءَ:** ئىلگىرى قىلدى، بۇرۇن قىلىپ ئۆتتى.

**أَسْلَكَ يُسْلِكُ إِسْلَاكًا هُ الْمَكَانَ أَوْ فِي الْمَكَانِ:** كىرگۈزدى.

«أَسْلَكَهُ طَرِيقًا وَعْرَةً» : ئۇنى ئەگرى يولغا ماڭغۇزدى.

**أَسْلَمَ يُسْلِمُ إِسْلَامًا:** ئىسلام دىنىغا كىردى، ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلدى؛ تىنچلىق دائىرىسىگە كىردى، ئەل بولدى، تەسلىم بولدى، بويسۇندى، ئىتائەت قىلدى، باش ئەگدى، تاپشۇردى.

«قُلْ إِنِّي أُمِرْتُ أَنْ أَكُونَ أَوَّلَ مَنْ أَسْلَمَ» «قۇرئان» : (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مەن بويسۇنغۇچىلارنىڭ ئەۋۋىلى بولۇشقا بۇيرۇلدۇم».

«مَنْ أَسْلَمَ وَجْهَهُ لِلّٰهِ وَهُوَ مُحْسِنٌ فَلَهُ أَجْرُهُ عِنْدَ رَبِّهِ» «قۇرئان» : كىمىكى ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان ھالدا ئۆزىنى ئاللاھقا تاپشۇرىدىكەن، ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا ساۋاب-

تىن بەھرىمەن بولىدۇ.

**«فَلَمَّا أَسْلَمَا وَتَلَّهُ لِلْجَبِينِ» «قرآن»** : ئىككىسى (ئاللاھنىڭ ئەمرىگە) بويسۇندى، ئىبراھىم ئۇنى (يەنى ئوغلىنى بوغۇزلاش ئۈچۈن) يېنىچە ياتقۇزدى.

**«طَلَبَ مِنْهُ صَدِيقُهُ أَنْ يُسْلِمَ فَأَسْلَمَ»** : دوستى ئۇنىڭدىن مۇسۇلمان بولۇشنى تەلەپ قىلىۋىدى، ئۇ مۇسۇلمان بولدى.

**«أَسْلِمْ هَذِهِ الرِّسَالَةَ إِلَى أَخِيكَ»** : بۇ خەتنى قېرىندىشىڭغا تاپشۇرغىن.

**أَسْلَمَ عَنْ:** تەرك ئەتتى.

**أَسْلَمَ أَمْرَهُ إِلَى اللّٰهِ:** ئىشنى ئاللاھقا تاپشۇردى، تەقدىرگە تەن بەردى.

**أَسْلَمَ الرُّوحَ:** ئۆلدى، ۋاپات بولدى.

**أَسْلَمَ الشَّيْءَ إِلَيْهِ:** ئۇنىڭغا بەردى.

**أَسْلَمَهُ:** تاشلىۋەتتى، ۋاز كەچتى، دۈشمەنگە تاشلاپ بەردى.

**أَسْلَمَ قِيَادَهُ إِلَيْهِ:** بويسۇندى، تاپشۇردى.

**«أَسْلَمُوا قِيَادَهُمْ إِلَيهِ فَقَادَهُمْ إِلَى الْهَلَاكِ»** : ئۇلار يېتەكچىلىك قىلىشنى ئۇنىڭغا تاپشۇردى، ئۇ ئۇلارنى ھالاكەتكە ئېلىپ كەلدى.

**أَسْلَمَ وَجْهَهُ إِلَى اللّٰهِ:** ئاللاھنىڭ ئىبادىتىگە بېرىلدى، ئاللاھقا بويسۇندى، چىن دىلى بىلەن ئاللاھقا يۈزلەندى.

**إِسْلَنْطَحَ يَسْلَنْطِحُ إِسْلِنْطَاحًا الْوَادِي:** سوزۇلدى.

**إِسْلَنْطَحَ الرَّجُلُ:** ئوڭدىسىغا يىقىلدى، دۈم چۈشتى.

**أُسْلُوبٌ ج أَسَالِيبُ:** ئۇسلۇب، ئۇسۇل، ئىستىل، شەكىل، پاسون، فورما؛ رەسمىيەت؛ چارە ـ تەدبىر؛ كۆرۈنۈش؛ تىپ؛ جەريان؛ يول.

**«أُسْلُوبِي فِي مُعَالَجَةِ هَذِهِ الْمُشْكِلَةِ يَخْتَلِفُ عَنْ أَسَالِيبِكُمْ»** : مېنىڭ بۇ مەسىلىنى ھەل قىلىش ئۇسۇلۇم سىلەرنىڭ ئۇسۇللىرىڭلاردىن پەرق قىلىدۇ.

**«لِكُلِّ أَدِيبٍ أُسْلُوبُهُ الْخَاصُّ فِي الْكِتَابَةِ»** : ھەر بىر يازغۇچىنىڭ يېزىقچىلىقتا ئۆزىگە خاس ئۇسلۇبى بولىدۇ.

**اَلْأُسْلُوبِيَّةُ:** يېزىقچىلىق ئىلمىنى تەتقىق قىلىدىغان ئىلىم.

**أَسْلَى يُسْلِي إِسْلَاءً:** كۆڭۈلنى كۆتۈردى، خۇشال قىلدى، كۆڭۈلنى يۇپۇتتى.

**أَسَلِيٌّ:** تىل ئۇچى تاۋۇشى.

**اَلْحُرُوفُ الْأَسَلِيَّةُ «في علم الاصوات»** : «ز» ، «س» ۋە «ص» ھەرپلىرى.

**إِسْمٌ ج أَسْمَاءٌ و أَسَامٍ وَأَسَامِيُّ وَ أَسْمَاوَاتٌ:** ئىسىم، نام، ئات، ئىسىم ـ فامىلە؛ ئابروي، شۆھرەت، ئىناۋەت.

**«وَمُبَشِّرًا بِرَسُولٍ يَأْتِي مِنْ بَعْدِي اسْمُهُ أَحْمَدُ» «قرآن»** : مەريەم ئوغلى ئىسا شۇنداق دېدى: مەندىن كېيىن كېلىدىغان ئەھمەد ئىسىملىك پەيغەمبەر بىلەن خۇش خەۋەر بەرگۈچى پەيغەمبەرمەن.

**إِسْمُ الْكِتَابِ:** كىتابنىڭ ئىسمى، كىتابنىڭ ماۋزۇسى، كىتابنىڭ سەرلەۋھىسى.

**إِسْمُ الشُّهْرَةِ:** نام، ئاتاق.

**إِسْمُ الْعَائِلَةِ:** فامىلە.

**إِسْمٌ سِرِّيٌّ:** لەقەم، تەخەللۇس.

**إِسْمٌ شَخْصِيٌّ:** ئۆزىنىڭ ئىسمى.

**إِسْمٌ مُسْتَعَارٌ:** باشقا ئىسمى، باشقا ئاتىلىشى، تەخەللۇسى، يالغان ئىسمى.

**إِسْمٌ كَاذِبٌ:** يالغان ئىسىم.

**إِسْمٌ مُنْتَحَلٌ «لِلتَّأْلِيفِ»** : تەخەللۇس.

**إِسْمٌ عَلَمٌ:** ئەسلى ئىسىم، خاس ئىسىم، تۇراقلىق ئىسىم.

**إِسْمُ الْإِشَارَةِ:** كۆرسىتىش ئالماشلىرى.

**إِسْمُ الْبَدَلِ:** ئىزاھلىغۇچى ئىسىم.

**إِسْمُ التَّصْغِيرِ:** ئەركىلەتمە ئىسىم.

**إِسْمُ الْجِنْسِ:** تۇرداش ئىسىم، ئابستراكت ئىسىم.

**إِسْمٌ جَامِدٌ:** تۈرلەنگىلى بولمايدىغان ئىسىم.

**إِسْمُ مَرَّةٍ:** ئىشنىڭ بىر قېتىم بولغانلىقىنى كۆرسىتىدىغان ئىسىم.

**إِسْمُ الْهَيْئَةِ:** پېئىلنىڭ شەكلى ۋە ھالىتىنى كۆرسىتىدىغان ئىسىم.

**سَقَطَ مِنْ أَعْلَى إِلَى الْأَسْفَلِ:** يۇقىرىدىن تۆۋەنگە چۈشۈپ كەتتى.

**مَذْكُورٌ أَعْلَى:** يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان، يۇقىرىدا بايان قىلىنغان.

**صَرَّخَ بِأَعْلَى صَوْتِهِ:** ئۇ يۇقىرى ئاۋاز بىلەن توۋلىدى.

**«ثَمَنُ الْبَضَائِعِ الْمَذْكُورَةِ أَعْلَاهُ أَلْفُ دِينَارٍ»:** يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان ماللارنىڭ باھاسى مىڭ دىنار.

**مِنَ الْأَعْلَى:** ئېگىزدىن، يۇقىرىدىن، ئۈستۈندىن، تۆپىدىن.

**أَغْمَدَ يُغْمِدُ إِغْمَادًا:** قوللىدى، ئۆتۈپ تۇردى، چىدىدى، چىداشلىق بەردى، بەرداشلىق بەردى.

**أَغْمَدَ الشَّقَفَ:** تورۇسقا تېرەك قويدى، تىرەپ قويدى.

**أَغْمَرَ يُغْمِرُ إِغْمَارًا الْمَنْزِلَ:** ئۆي ياسىدى، ئاۋات قىلدى.

**أَغْمَشُ م غَمْشَاءُ ج غُمْشٌ:** كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىز، كۆپ چاغلاردا كۆزى ياشاڭغىراپ تۇرىدىغان ئادەم.

**أَغْمَصُ م غَمْصَاءُ ج غُمْصٌ:** چاپاق، چاپاق كۆز.

**أَغْمَقَ يُغْمِقُ إِغْمَاقًا:** چوڭقۇر كولىدى، چوڭقۇرلاشتۇردى، ئويدى.

**أَعْمَلَ يُعْمِلُ إِعْمَالًا الْآلَةَ:** ئىشلەتتى، ئىشقا سالدى، قوللاندى، تەتبىق قىلدى.

**أَعْمَلَ ذِهْنَهُ أَوْفِكْرَهُ فِي الْأَمْرِ:** ئويلاندى، پىكىر قىلدى، ئەقلىنى ئىشلەتتى.

**أَعْمَلَ السَّيْفَ فِيهِمْ:** قىرىپ تاشلىدى، بوغۇزلاپ تاشلىدى.

**أَعْمَلَ الْهِمَّةَ:** كۈچ چىقاردى، تىرىشتى.

**أَعْمَهُ ج عُمْهٌ م عَمْهَاءُ ج عَمْهَوَاتٌ وَ عُمْهٌ:** يولنى تاپالماي ئادىشىپ قالغان، ئېزىپ قالغان ئادەم، توغرىسىنى تاپالماي تېڭىرقاپ قالغۇچى.

**أَعْمَى يُعْمِي إِعْمَاءً الرَّجُلَ:** قارىغۇ قىلىۋەتتى، كۆزنى كۆرمەس قىلىۋەتتى.

**«أُولَئِكَ الَّذِينَ لَعَنَهُمُ اللَّهُ فَأَصَمَّهُمْ وَأَعْمَى أَبْصَارَهُمْ» «قۇرئان»:** ئەنە شۇنداق كىشىلەرنى ئاللاھ رەھمىتىدىن يىراق قىلدى، ئۇلارنى (ھەقنى ئاڭلاشتىن) گاس قىلدى، (ھىدايەت يولىنى كۆرۈشتىن) كور قىلدى.

**«أَعْمَاهُ الْحِقْدُ أَوِالْغَضَبُ أَوِالْحُبُّ»:** ئۆچمەنلىك ياكى غەزەپ، ياكى مۇھەببەت ئۇنىڭ كۆزىنى كور قىلىپ ھەقىقەتنى كۆرەلمەس قىلىپ قويدى.

**أَعْمَى ج عُمْيٌ م عَمْيَاءُ ج عَمْيَاوَاتٌ:** قارىغۇ، كور، ئەما.

**«قُلْ هَلْ يَسْتَوِي الْأَعْمَى وَالْبَصِيرُ» «قۇرئان»:** ئېيتقىنكى، «كور ئادەم بىلەن كۆزى ساق ئادەم باراۋەرمۇ؟»

**أَعْمَى الْقَلْبِ:** دىلى كور، ھەقىقەتنى كۆرمەيدىغان.

**أَبُو أَعْمَى:** قارىغۇ چاشقان.

**إِعْنَاتٌ:** مەجبۇرلىماق، زورلىماق، قىينىماق، مەجبۇرىي.

**أَعْنَتَ يُعْنِتُ إِعْنَاتًا:** قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويدى، پەرىشان ھالغا چۈشۈرۈپ قويدى، ئېغىر چىلىقتا قالدۇردى، گۇناھقا دۇچار قىلدى.

**«وَلَوْشَاءَ اللَّهُ لَأَعْنَتَكُمْ» «قۇرئان»:** ئەگەر ئاللاھ خالىسا، سىلەرنى چوقۇم جاپاغا سالاتتى.

**أَعْنَسَ يُعْنِسُ إِعْنَاسًا الْجَارِيَةَ:** قېرى قىز بولۇپ قالدى.

**أَعْنَشُ م عَنْشَاءُ عُنْشٌ:** ئالتە بارماقلىق ئادەم.

**أَعْنَقُ م عَنْقَاءُ ج عُنْقٌ:** بويىنى ئۇزۇن.

**أَعْنَى يُعْنِي إِعْنَاءً الْأَمْرُ:** مۇھىم بولدى، چارچىتىۋەتتى، مالال قىلدى، ئاۋارە قىلدى، ھالسىزلاندۇردى؛ كۆڭۈل بۆلدى، كۆيۈندى.

**إِعْوَازٌ:** ھاجەت، تەلەپ، ئېھتىياج؛ كەمبەغەللىك، نامراتلىق، موھتاجلىق، غۇربەتچىلىك؛ كەم، كەمچىل، يېتەرسىز.

**أَعْوَجُ م عَوْجَاءُ ج عُوجٌ:** ئەگرى، ئەگرى - بۈگرى، ئەگرى - توقاي، يىمىلۇۋالىدىغان، تۇگۇلۇۋالىدىغان، ئۇممىلەپ ماڭىدىغان.

**سُلُوكٌ أَعْوَجُ:** ناتوغرا مەسلەك.

**طَرِيقٌ أَعْوَجُ:** ئەگرى يول.

**كَلَامٌ أَعْوَجُ:** قىڭغىر گەپ.

**عُودٌ أَعْوَجُ:** ئەگرى ياغاچ.

**إِعْوَجَّ يَعْوَجُّ إِعْوِجَاجًا:** ئېگىلدى، ئەگرى بولدى،

قىڭغىر بولدى.

**إِعْوَجَّتِ الْعَصَا:** هاسا ئەگرى بولدى.

**أَعْوَدُ:** ئەڭ پايدىلىق.

**«اَلْعِلْمُ أَعْوَدُ عَلَيْكَ مِنَ الْمَالِ»:** ئىلىم ساڭا مالدىن پايدىلىق.

**أَعْوَزَ يُعْوِزُ إِعْوَاذًا الرَّجُلُ:** پاناھ تىلىدى، پاناھ ئىزدىدى.

**أَعْوَزُ ج أَعَاوِزُ:** قاغا؛ نىشانسىز يول، بەلگىسىز يول.

**اَلْأَعْوَرُ:** سوقۇر ئۈچەي، قارىغۇ ئۈچەي.

**اَلْمَصِيْرُ الْأَعْوَرُ:** سوقۇر ئۈچەي، قارىغۇ ئۈچەي.

**اِلْتِهَابُ الْأَعْوَرِ:** سوقۇر ئۈچەي ياللۇغى، قارىغۇ ئۈچەي ياللۇغى.

**أَعْوَرُ م عَوْرَاءُ ج عُورٌ وَعَوْرَانٌ وَعِيرَانٌ:** يەكچەشمە.

**«اَلْأَعْوَرُ فِي بَلَدِ الْعُمْيَانِ مَلِكٌ»:** كورلار مەملىكىتىدە يەكچەشمە پادىشاھ ھېسابلىنىدۇ.

**إِعْوَرَّيَعْوَرُّإِعْوِرَارًا:** ئالىغاي بولۇپ قالدى، يەكچەشمە بولۇپ قالدى، بىر كۆزىدىن ئايرىلدى.

**أَعْوَزَ يُعْوِزُ إِعْوَازًا الرَّجُلُ:** كەمبەغەل بولۇپ قالدى، نامرات بولۇپ قالدى، موھتاج بولۇپ قالدى.

**أَعْوَزَهُ الدَّهْرُ:** پەلەك ئۇنى نامرات قىلىپ قويدى.

**أَعْوَزَ الشَّيْءُ:** كەملىك قىلدى، يېتىشمىدى، كېمىيىپ قالدى، يەتمىدى.

**أَعْوَزَتْهُ الشَّجَاعَةُ:** ئۇنىڭغا باتۇرلۇق كەملىك قىلىپ قالدى.

**أَعْوَزُ ج عُوزٌ م عَوْزَاءُ ج عَوْزَاوَاتٌ و عُوزٌ:** نامرات، كەمبەغەل، يوقسۇل، گاداي.

**«خَسِرَ ثَرْوَتَهُ كُلَّهَا وَأَصْبَحَ أَعْوَزَ»:** بايلىقىنىڭ ھەممىسى قولدىن كېتىپ نامرات بولۇپ قالدى.

**أَعْوَلَ يُعْوِلُ إِعْوَالاً:** قاتتىق يىغلىدى، ئۆكسۈپ يىغلىدى، ھۆكرەپ يىغلىدى.

**أَعْيَا يُعْيِي إِعْيَاءً الْمَاشِي فِي سَيْرِهِ:** ھاردى، چارچىدى، كۈچى قالمىدى، دەرمانىدىن كەتتى.

**أَعْيَاهُ:** چارچاتتى، ھالىدىن كەتكۈزدى، ھاردۇردى، ھالسىزلاندۇردى.

**أَعْيَا الدَّاءُ الطَّبِيبَ:** كېسەلنى داۋالاشتىن دوختۇر ئاجىز كەلدى.

**أَعْيَاهُ السَّيْرُ:** سەپەر ئۇنى قاتتىق ھاردۇرىۋەتتى.

**أَعْيَا عَلَيْهِ الْأَمْرُ:** ھەل قىلىشنى تاپالمىدى، چارىسىز قالدى.

**أَعْيَتْهُ الْحِيْلَةُ:** ھېچ يول تاپالمىدى، قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قالدى.

**أَعْيَانٌ:** ئاقسۆڭەك، مەشھۇرزات، ئاتاقلىق ئەرباب، كۆزگە كۆرۈنگەن تۆرە، ئېسىلزادە، ئاتاقلىق شەخسلەر.

**مَجْلِسُ الْأَعْيَانِ:** ئالىي پالاتا.

**أَعْيَسُ م عَيْسَاءُ ج عِيسٌ:** نەسىللىك تۆگە.

**أَعْيَلَ يُعْيِلُ إِعْيَالاً:** ئائىلىدە جان سانى كۆپەيدى.

**أَعْيَلَ عِيَالَهُ:** باقتى، ھالىدىن خەۋەر ئالدى، قاردى، تەربىيىلىدى.

**أَغَاثَ يُغِيثُ إِغَاثَةً:** ياردەم بەردى، مەدەت بەردى.

**أَغَاثَهُ اللّٰهُ:** ئاللاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدى.

**«أَغَاثَهُمُ اللّٰهُ بِرَحْمَتِهِ»:** ئاللاھ ئۇلارنىڭ بېشىغا كەلگەن كۈلپەتنى كۆتۈرىۋەتتى.

**أَغَاثَ الشَّخْصَ:** ياردەم قىلدى، ياردەملەشتى.

**إِغَاثَةٌ:** ياردەم بەرمەك، قۇتقۇزماق، بىرونىڭ بېشىغا چۈشكەن كۈلپەتنى كۆتۈرىۋەتمەك.

**وَكَالَةُ إِغَاثَةِ اللَّاجِئِيْنَ:** مۇساپىرلار ئىشلىرى مەھكىمىسى (بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتىغا تەۋە بىر ئورۇن بولۇپ مۇساپىرلارنى قۇتقۇزۇش ۋە ئۇلارنى ئىشقا ئورۇنلاشتۇرۇش قاتارلىق ئىشلارغا مەسئۇل بولىدۇ).

**«نِعْمَ خَلَّةُ إِغَاثَةِ الْمَلْهُوفِ»:** دەردمەنىنىڭ دەردىگە دەرمان بولۇش نېمىدېگەن ياخشى خىسلەت.

**أَغَارَ يُغِيْرُ إِغَارَةً وَ غَارَةً وَمَغَارًا عَلَيْهِمْ:** ھۇجۇم قىلدى.

**أَغَارَ الْجَيْشُ عَلَى الْعَدُوِّ:** قوشۇن دۈشمەنگە زەربە بەردى.

**«أَغَارَتِ الطَّائِرَاتُ عَلَى الْمَدِينَةِ»:** ئايروپىلانلار شەھەرگە ھۇجۇم قىلدى.

**أَغَاضَ يُغِيْضُ إِغَاضَةً الْمَاءَ:** سۇ تۇتتى، سۇ قويدى.

أَغَاضَ الثَّمَنَ: باھانى چۈشۈردى.

أَغَاظَ يُغِيظُ إِغَاظَةً ـ هُ: ئاچچىقىنى كەلتۈردى، تېرىكتۈردى.

«أَغَاظَهُ مَا فَعَلْتَ»: قىلغانلىرىڭ ئۇنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈرۈپ قويدى.

أَغَالَ يُغِيلُ إِغَالَةً ـ تِ الْمَرْأَةُ وَلَدَهَا: ئايال بالىسىنى ئېمىتتى، بالىنى ئەمدۈردى.

أَغَبَّ يُغِبُّ إِغْبَابًا الْقَوْمَ: بىر كۈن كېلىپ بىر كۈن كەلمىدى.

أَغَبَّتْهُ الْحُمَّى وَعَلَيْهِ: كۈن ئارىلاپ قوزغىدى.

أَغْبَرَ يُغْبِرُ إِغْبَارًا: خۇنۇكلەشتۈردى، توپارەڭگە كىردى؛ توپا توزۇتتى.

أَغْبَرُ ج غُبْرٌ م غَبْرَاءُ ج غَبْرَاوَاتٌ وَغُبْرٌ: توپا ـ چاڭ بېسىپ كەتكەن، توپا رەڭگە كىرگەن، كۈلرەڭگە ئۆزگەرگەن.

«رَأَى ذِئْبًا أَغْبَرَ»: كۈلرەڭ بۆرىنى كۆردى.

إِغْبَرَّ يَغْبَرُّ إِغْبِرَارًا الشَّيْءُ: كۈلرەڭ بولدى، غۇۋالاشتى، خۇنۇكلەشتى.

إِغْبَرَّ الْيَوْمُ: بۈگۈن چاڭ ـ توزانلىق كۈن بولدى.

إِغْبَرَّ الْجَوُّ: ئاسماننى چاڭ ـ توزان قاپلىدى.

أَغْبَسَ يُغْبِسُ إِغْبَاسًا اللَّيْلُ: كېچە قاراڭغۇلاشتى، غۇۋالاشتى، قاراڭغۇلۇق قاپلىدى.

إِغْبَسَّ يَغْبَسُّ إِغْبِسَاسًا اللَّيْلُ: كېچە قاراڭغۇلاشتى، غۇۋالاشتى، قاراڭغۇلۇق قاپلىدى.

أَغْبَشَ يُغْبِشُ إِغْبَاشًا اللَّيْلُ: كېچە خىرەلەشتى، غۇۋالاشتى.

أَغْبَشُ م غَبْشَاءُ ج غُبْشٌ: قاراڭغۇ، قاراڭغۇلۇق، زۇلمەت، قاپقاراڭغۇ، قاپقارا.

زُجَاجٌ أَغْبَشُ: خىرە ئەينەك، تۇتۇق ئەينەك.

إِغْتَابَ يَغْتَابُ إِغْتِيَابًا: غەيۋەت قىلدى، شىكايەت قىلدى.

«وَلَا يَغْتَبْ بَعْضُكُمْ بَعْضًا» «قرآن»: بىر ـ بىرىڭلارنىڭ غەيۋىتىنى قىلماڭلار.

إِغْتَاظَ يَغْتَاظُ إِغْتِيَاظًا: جىجىلدى، ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى.

لِمَاذَا إِغْتَظْتَ؟: نېمە ئۈچۈن ئاچچىقلاندىڭ؟

«إِغْتَاظَ كَثِيرًا وَلَكِنَّهُ كَظَمَ غَيْظَهُ»: ئۇ كۆپ ئاچچىقلاندى، لېكىن ئۇ ئاچچىقىنى بېسىۋالدى.

إِغْتَالَ يَغْتَالُ إِغْتِيَالًا: يوشۇرۇن ئۆلتۈردى، سۇيىقەست بىلەن ئۆلتۈردى.

إِغْتَالَ الْأَمْوَالَ: پۇل ـ مالنى ئالداپ ئېلىۋالدى، ئۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قىلدى، تۇيۇقسىز ئۆلتۈردى.

إِغْتَالَتْهُ الْمَنُونُ: ئۇ ئۆلدى.

«إِغْتَالَ الرَّئِيسَ أَحَدُ حُرَّاسِهِ»: رەئىسنى قوغدىغۇچىلىرىدىن بىرى يوشۇرۇن ئۆلتۈردى.

إِغْتِبَاطٌ: خۇشاللىق، خۇشال ـ خۇراملىق، كۆڭۈللۈك، شاد ـ خۇراملىق، خۇش بولماق؛ ئارزۇ قىلماق.

إِغْتَبَطَ يَغْتَبِطُ إِغْتِبَاطًا: خۇشال بولدى، شادلاندى.

إِغْتَبَقَ يَغْتَبِقُ إِغْتِبَاقًا الْخَمْرَ: كەچتە ھاراق ئىچتى.

إِغْتَدَى يَغْتَدِي إِغْتِدَاءً: ئەتىگەندە يولغا چىقتى.

إِغْتِرَابٌ: غېرىبسىنماق، غېرىبلىق ھېس قىلماق، مۇساپىر بولماق، ياقا ـ يۇرتتا بولماق، غېرىب بولماق.

اَلْإِغْتِرَابُ النَّفْسِيُّ: روھىي غېرىبلىق.

«إِنْتَابَهُ شُعُورٌ بِالْإِغْتِرَابِ رَغْمَ وُجُودِهِ فِي بَلَدِهِ»: ئۇ ئۆزىنىڭ يۇرتىدا بولۇشىغا قارىماي غېرىبسىنىش ھېسسىياتىدا بولدى.

اَلْإِغْتِرَابُ الثَّقَافِيُّ: مەدەنىيەت جەھەتتىكى غېرىبلىق.

اَلْإِغْتِرَابُ الذِّهْنِيُّ: ئەقلىي غېرىبلىق (بىر خىل روھىي كېسەللىك بولۇپ، كېسەلنىڭ يۈرۈش ـ تۇرۇشى نورمال بولمايدۇ، جەمئىيەتنى يات ھېسابلاپ ھەمىشە خىلۋەت جايدا بولۇشقا ئىنتىلىدۇ).

إِغْتَرَبَ يَغْتَرِبُ إِغْتِرَابًا: ۋەتەندىن ئايرىلدى، يۇرتتىن ئايرىلدى، غېرىبسىندى.

إِغْتَرَّ يَغْتَرُّ إِغْتِرَارًا: تۇيۇقسىز كەلدى، ئۇشتۇمتۇت كەلدى؛ ئالداندى.

إِغْتَرَّ بِظَهْرِ: سىرتقى كۆرۈنۈشكە ئالدىنىپ قالدى.

إِغْتَرَّ بِنَفْسِهِ: ئۆز ـ ئۆزىدىن قانائەتلەندى،

چوقچىلىق قىلدى، مەغرۇرلاندى؛ ئىززەت ـ ھۆرمىتىنى ساقلىدى.

**إغْتَرَقَ يَغْتَرِقُ إغْتِرَافًا الْمَاءَ بِيَدِهِ:** سۇنى ئۇچۇملاپ ئىچتى.

**«وَمَنْ لَمْ يَطْعَمْهُ فَإِنَّهُ مِنِّي إِلاَّ مَنِ اغْتَرَفَ غُرْفَةً بِيَدِهِ» «قۇرئان» :** كىمىكى دەريا سۈيىنى تېتىمايدىكەن، ئۇ ھەقىقەتەن ماڭا تەۋەدۇر، ئۇنىڭدىن (ئۇسسۇزلۇقنى بىر ئاز بېسىش ئۈچۈن) ئىچكەن ئادەم (بۇيرۇققا خىلاپلىق قىلغان بولمايدۇ).

**إغْتَرَقَ يَغْتَرِقُ إغْتِرَاقًا النَّفَسَ:** تىندى، نەپەس ئالدى.

**إغْتِسَالٌ:** يۇيۇنماق، غۇسلى قىلماق، بويىنى سۇغا سالماق.

**إغْتَسَلَ يَغْتَسِلُ إغْتِسَالاً:** غۇسلى قىلدى، يۇيۇندى، سۇغا چۈشتى.

**«يَغْتَسِلُ كُلَّ صَبَاحٍ بِالْمَاءِ الْبَارِدِ» :** ھەر كۈنى ئەتىگىنى سوغۇق سۇ بىلەن يۇيۇنىدۇ.

**«لاَ تَنْسَ أَنْ تَغْتَسِلَ يَدَيْكَ قَبْلَ الأَكْلِ وَ بَعْدَهُ» :** تاماقتىن بۇرۇن ۋە كېيىن ئىككى قولۇڭنى يۇيۇشنى ئۇنتۇمىغىن.

**إغْتَشَّ يَغْتَشُّ إغْتِشَاشًا:** ساختىپەز دەپ ھېسابلىدى.

**إغْتِصَابٌ:** مەجبۇرىي، زورمۇ زور، زورلۇققا ئائىت.

**إغْتَصَبَ يَغْتَصِبُ إغْتِصَابًا الشَّيْءَ:** بۇلىۋالدى، تالىۋالدى.

**إغْتَصَبَ السُّلْطَةَ:** ھاكىمىيەتنى ئىگىلىۋالدى.

**إغْتَصَبَ الأَرْضَ:** زېمىننى تارتىۋالدى.

**إغْتَصَبَ الْمَرْأَةَ:** باسقۇنچىلىق قىلدى.

**إغْتَصَّ يَغْتَصُّ إغْتِصَاصًا الْمَكَانُ:** ئورۇن قىستاڭچىلىق بولدى، تىقمىچىلىق بولدى.

**إغْتَطَى يَغْتَطِي إغْتِطَاءً:** يۆگەلدى، پۈركەندى، يوشۇرۇندى.

**إغْتَفَرَ يَغْتَفِرُ إغْتِفَارًا:** كەچۈرۈم سورىدى.

**جَرِيمَةٌ لاَ تُغْتَفَرُ:** كەچۈرۈم قىلغىلى بولمايدىغان جىنايەت، كەچۈرگۈسىز گۇناھ.

**«إرْتَكَبَ جَرَائِمَ لاَ تُغْتَفَرُ» :** ئۇ كەچۈرگۈسىز جىنايەت ئۆتكۈزدى.

**إغْتَفَلَ يَغْتَفِلُ إغْتِفَالاً:** دىققەتسىزلىكىنى كۈتتى.

**إغْتَلَمَ يَغْتَلِمُ إغْتِلاَمًا:** كۆيلىدى؛ جىنسىي ھەۋسىنى باسالمىدى، دىخسىرىدى.

**إغْتَلَى يَغْتَلِي إغْتِلاَءً:** كۆپەيدى.

**إغْتَمَزَ يَغْتَمِزُ إغْتِمَازًا:** قارىلىدى، ئەيىبلىدى، بوھتان چاپلىدى، غەيۋەت قىلدى.

**إغْتَمَسَ يَغْتَمِسُ إغْتِمَاسًا فِي كَذَا:** كەينىگە كىرىپ كەتتى، چۆكۈپلا كەتتى.

**إغْتَمَضَ يَغْتَمِضُ إغْتِمَاضًا طَرْفُهُ:** كۆزى يۇمۇلدى، ئۇخلىدى.

**إغْتَمَّ يَغْتَمُّ إغْتِمَامًا:** قايغۇردى، ھەسرەت چەكتى، مەيۈسلەندى.

**إغْتِنَامٌ:** غەنىيمەت ئالماق، غەنىيمەت بىلمەك.

**إغْتَنَمَ يَغْتَنِمُ إغْتِنَامًا الْفُرْصَةَ:** پۇرسەتتىن پايدىلاندى، پۇرسەتنى غەنىيمەت بىلدى.

**«إغْتَنَمَ الْفُرْصَةَ لِتَحْقِيقِ أَهْدَافِهِ» :** مەقسىتىنى ئىشقا ئاشۇرۇش ئۈچۈن پۇرسەتنى غەنىيمەت بىلدى.

**إغْتَنَى يَغْتَنِي إغْتِنَاءً:** باي بولدى، بېيىدى، پۇل-مېلى كۆپەيدى.

**إغْتِيَابٌ:** غەيۋەت قىلماق.

**إغْتِيَاظٌ:** غەزەپلەنمەك، دەرغەزەپ بولماق.

**إغْتِيَالٌ ج إغْتِيَالاَتٌ:** قەستلەپ ئۆلتۈرمەك، سۇيىقەست قىلىپ ئۆلتۈرمەك، يوشۇرۇن ئۆلتۈرۈش.

**«إرْتَفَعَ عَدَدُ الإغْتِيَالاَتِ السِّيَاسِيَّةِ» :** سىياسىي خاراكتېرلىك قەستلەپ ئۆلتۈرۈشنىڭ سانى كۆپىيىپ كەتتى.

**أَغْدَرَ يُغْدِرُ إغْدَارًا :** قالدۇردى، تاشلىۋەتتى.

**أَغْدَقَ يُغْدِقُ إغْدَاقًا الْمَطَرُ:** يامغۇر شارقىراپ ياغدى.

**«أَغْدَقَ عَلَيْهِ وَابِلاً مِنَ الثَّنَاءِ» :** ئۇنى مەدھىيە ئالقىشقا كۆمۈۋەتتى.

**أَغْدَقَ عَلَيْهِ الْعَطَاءَ:** ئۇنىڭغا كۆپ بەردى.

**أَغْدَقَ عَلَيْهِ الْهَدَايَا:** ئۇنىڭغا سوۋغا ـ سالامنى كۆپ بەردى.

أَغْدَقَتْ عَيْنُ الْمَاءِ: بۇلاق سۈيى كۆپەيدى.

أَغَذَّ يُغِذُّ إِغْذَاذًا الْجُرْحُ: جاراھەت يىرىڭلىدى، يىرىڭ ئاقتى.

أَغَذَّ السَّيْرَ: يۈگۈردى، چاپتى.

«أَغَذُّوا السَّيْرَ فِي طَلَبِهِ وَلَكِنَّهُمْ لَمْ يُدْرِكُوهُ»: ئۇلار ئۇنى تۇتۇش ئۈچۈن تېز يۈگۈرۈشتى، لېكىن ئۇلار ئۇنىڭغا يېتىشەلمىدى.

إِغْرَاءٌ: قۇتراتماق، ئاداشتۇرماق، قىزىقتۇرماق، قوزغىماق، ئەرغىپ قىلماق.

إِغْرَاقٌ: مۇبالىغە قىلماق، كۆپتۈرمەك.

أَغْرَبَ يُغْرِبُ إِغْرَابًا: غەربكە كەلدى؛ غەربكە كەتتى؛ پاساھەتلىك سۆزلىدى؛ قىزىقارلىق ئىشلارنى قىلدى.

أَغْرَبَ فِي الْبِلَادِ: ئىچكىرىلەپ كىردى، چوڭقۇر- لاپ كىردى.

أَغْرَبَ فِي الضَّحِكِ: غەلىتە كۈلدى، كۈلۈپ تېلى- قىپ قالدى.

أَغْرَدَ يُغْرِدُ إِغْرَادًا الطَّائِرُ: قۇش سايرىدى، قۇش ۋىچىرلىدى.

أَغَرُّ: ئاق قاشقىلىق ئات.

أَغْرَزَ يُغْرِزُ إِغْرَازًا الإِبْرَةَ فِي الشَّيْءِ: يىڭنىنى سانجىدى، كىرگۈزدى.

أَغْرَزَ عُودًا بِالأَرْضِ: چىرىم تىكتى.

أَغْرَسَ يُغْرِسُ إِغْرَاسًا الشَّجَرَ: دەرەخ تىكتى، كۆچەت تىكتى، ئورمان ئەميا قىلدى.

أَغْرَضَ يُغْرِضُ إِغْرَاضًا الشَّخْصَ: (سۆز ياكى ھەرىكەتنى) غەرەزلىك قىلدى.

أَغْرَضَ الْغَرَضَ: مەقسەتكە يەتتى.

أَغْرَقَ يُغْرِقُ إِغْرَاقًا: ئاشۇرۇۋەتتى، كۆپتۈرۈ- ۋەتتى، مۇبالىغە قىلدى؛ ئولتۇرغۇزدى.

أَغْرَقَ السَّفِينَةَ: كېمىنى چۆكتۈرۈۋەتتى، كېمە- نى غەرق قىلىۋەتتى.

«فَانْتَقَمْنَا مِنْهُمْ فَأَغْرَقْنَاهُمْ فِي الْيَمِّ» «قرآن»: ئۇلارنى دېڭىزغا غەرق قىلىپ جازالىدۇق.

أَغْرَقَ فِي الضَّحِكِ: قاتتىق كۈلدى، تېلىقىپ كۈلدى.

أَغْرَقَ الشَّوقَ بِالْبِضَائِعِ: تۆكمە قىلىپ ساتتى، ئەرزان ساتتى.

أَغْرَقَ فِي مَدِيحِهِ: ماختاپ كۆككە كۆتۈردى، ماختاپ ئۇچۇرۇۋەتتى.

أَغْرَمَ يُغْرِمُ إِغْرَامًا الشَّخْصَ: جەرىمانە قويدى، قەرزدار قىلىپ قويدى.

أُغْرِمَ بِهِ: قاتتىق بېرىلدى، شەيدا بولدى، ئامراق بولۇپ كەتتى، ئاشىق بولدى.

«أُغْرِمَ بِالْقِمَارِ فَخَسِرَ مَالَهُ»: قىمارغا بېرى- لىپ كېتىپ، مېلىنى زىيان تارتتى.

أُغْرُودٌ. أُغْرُودَةٌ ج أَغَارِيدُ: قۇشنىڭ سايرىشى؛ ناخشا.

طَائِرٌ أَوْ مُغَنٍّ مُسْتَمْلَحُ الأَغَارِيدِ: چىرايلىق سايرايدىغان قۇش ياكى مۇڭلۇق ناخشىچى.

إِغْرَوْرَقَ يَغْرَوْرِقُ إِغْرِيرَاقًا: غەرق بولدى.

اِغْرَوْرَقَتِ الْعَيْنُ بِالدَّمْعِ: كۆز ياش بىلەن تولدى، كۆزدە ياش ئەگىدى.

أَغْرَى يُغْرِي إِغْرَاءً: قۇتراتتى، كۈشكۈرتتى، ۋەسۋەسىگە سالدى.

أُغْرِيَ بِالشَّيْءِ: قىزىقتۇردى؛ شەيدا بولۇپ قالدى، كۆيۈپ قالدى، قاتتىق بېرىلدى.

«فَأَغْرَيْنَا بَيْنَهُمُ الْعَدَاوَةَ وَالْبَغْضَاءَ إِلَى يَوْمِ الْقِيَامَةِ» «قرآن»: (بۇنىڭ جازاسى ئۈچۈن) ئۇلارنىڭ ئارىسىغا قىيامەتكىچە ئاداۋەت ۋە دۈشمەنلىك سالدۇق.

أَغْرَاهُ بِقَبُولِ الْوَظِيفَةِ: ئۇنى مەنسەپكە قىزىقتۇر- دى.

أَغْرَى الْعَدَاوَةَ بَيْنَهُمْ: ئارىغا بۆلگۈنچىلىك سالدى، دۈشمەنلىك پەيدا قىلدى.

إِغْرِيقٌ ج أَغَارِقَةٌ: قەدىمكى يۇنانلىقلار.

إِغْرِيقِيٌّ: يۇنان، قەدىمكى يۇنان تىلى، گرېك تىلى.

إِغْرِيقِيٌّ ج إِغْرِيقٌ: يۇنانلىق، قەدىمكى يۇنان- لىق، گرېتسىيىلىك.

الإِغْرِيقِيَّةُ: گرېك تىلى.

أَغْزَرَ يُغْزِرُ إِغْزَارًا: كۆپەيتتى، مول قىلدى.

أَغْزَرَ الْمَعْرُوفَ: كۆپ ياخشىلىق قىلدى.

**«أَغْزَرَ اللهُ مَالَهُ»** : ئاللاھ ئۇنىڭ مېلىنى كۆپ قىلسۇن.

**أَغَزَّ يُغِزُّ إِغْزَازًا الشَّجَرُ:** دەرەخ تىكەنلىك بولدى.

**أُغُسْطُسْ:** ئاۋغۇست (مىلادىيە 8 ـ ئاي).

**أَغْسَقَ يُغْسِقُ إِغْسَاقًا اللَّيْلُ:** كېچە قاراڭغۇلاشتى، قاراڭغۇ چۈشتى، قاراڭغۇلۇق قاپلىدى.

**أَغْشَى يُغْشِي إِغْشَاءً اللَّيْلُ:** كېچە قاراڭغۇلاشتى، قاراڭغۇلۇق قاپلىدى.

**«فَأَغْشَيْنَاهُمْ فَهُمْ لَايُبْصِرُونَ»** (قرآن): ئۇلارنىڭ كۆزلىرىنى پەردىلىدۇق، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار (ھېچ نەرسىنى) كۆرەلمەيدۇ.

**أَغَمَّ يُغِمُّ إِغْمَامًا:** قىستىدى، سىقتى، دەم ئالغۇزمىدى.

**إِغْضَاءٌ:** كەچۈرمەك، ئەپۇ قىلماق، كەڭچىلىك قىلماق، كۆز يۇمماق، سۈكۈت قىلماق، كۆرمەسكە سالماق.

**أَغْضَبَهُ يُغْضِبُ إِغْضَابًا:** تېرىكتۈردى، غەزەپلەندۈردى.

**أَغْضَى يُغْضِي إِغْضَاءً عَنْهُ:** كۆزىنى ئەپقاچتى، كۆزىنى باشقا ياققا بۇرىدى.

**أَغْضَى عَلَى الشَّيْءِ:** سەۋر قىلدى، جىم بولدى، سۈكۈت قىلدى.

**أَغْضَى حَيَاءً:** تارتىنىپ يەرگە قارىۋالدى.

**أَغْضَى عَلَى أَخْطَاءِ صَدِيقِهِ:** دوستىنىڭ خاتالىقلىرىغا كۆز يۇمدى.

**«لَا يَسْتَطِيعُ أَنْ يُغْضِيَ عَلَى الظُّلْمِ»** : ئۇ زۇلۇمغا سۈكۈت قىلىپ تۇرالمايدۇ.

**أَغْضَى اللَّيْلُ:** كېچە قاراڭغۇلاشتى.

**أَغْضَى عَيْنَهُ:** كۆزىنى يۇمۇۋالدى.

**أَغْطَشَ يُغْطِشُ إِغْطَاشًا اللَّيْلُ:** كېچە قاراڭغۇلاشتى.

**«وَأَغْطَشَ لَيْلَهَا وَأَخْرَجَ ضُحَاهَا»** (قرآن): ئۇنىڭ كېچىسىنى قاپقاراڭغۇ، كۈندۈزىنى يورۇق قىلدى.

**أَغْطَشُ م غَطْشَاءُ ج غُطْشٌ:** كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىز ئادەم.

**لَيْلٌ أَغْطَشُ:** قاراڭغۇ كېچە.

**أَغَطَّ يُغِطُّ إِغْطَاطًا الشَّيْءَ فِي الْمَاءِ:** سۇغا چۆكتۈردى، پاتۇردى، شۇڭغۇتتى.

**إِغْفَالٌ:** بىپەرۋالىق قىلماق، دىققەتسىزلىك قىلماق.

**إِغْفَالُ الْأُمُورِ:** بۇيرۇقنى سەل قارىماق، ئىشلارغا كۆڭۈل بۆلمەسلىك.

**أَغْفَلَ يُغْفِلُ إِغْفَالًا:** ئېتىبارسىز قارىدى، بىخەستەلىك قىلدى، دىققەتسىزلىك قىلدى.

**«وَلَا تُطِعْ مَنْ أَغْفَلْنَا قَلْبَهُ عَنْ ذِكْرِنَا وَاتَّبَعَ هَوَاهُ»** (قرآن): بىز دىلىنى زىكرىمىزدىن غەپلەتتە قالدۇرغان، نەپسى خاھىشىغا ئەگەشكەن، ئىشى ھەددىدىن ئاشقان ئادەمنىڭ (سۆزى) گە ئەگەشمىگىن.

**«أَغْفَلَ وَاجِبَتَهُ فَخَسِرَ وَظِيفَتَهُ»** : مەجبۇرىيىتىگە سەل قارىغانلىقتىن ۋەزىپىسىدىن ئايرىلىپ قالدى.

**أَغْفَى يُغْفِي إِغْفَاءً:** مۈگدەپ قالدى، كۆزى ئۇيقۇغا كەتتى.

**إِغْلَاقٌ:** ياپماق، تاقىماق، قۇلۇپلىماق، بېكىتمەك.

**إِغْلَاقُ الرَّهْنِ:** رەنە مالنىڭ قايتۇرۇۋېلىش ھوقۇقىنى بىكار قىلىش.

**أَغْلَبُ:** زور كۆپچىلىك، كۆپىنچىسى، تولىسى.

**فِي الْأَغْلَبِ:** كۆپىنچە.

**فِي أَغْلَبِ الْأَحْيَانِ:** كۆپ ۋاقىتلاردا.

**«أَغْلَبُ النَّاسِ هُنَا فُقَرَاءُ»** : بۇ يەردە كىشىلەرنىڭ كۆپىنچىسى كەمبەغەللەردۇر.

**أَغْلَبِيَّةٌ:** زور كۆپچىلىك، كۆپلىگەن، كۆپىنچىسى.

**فِي الْأَغْلَبِيَّةِ:** كۆپىنچە ھاللاردا.

**«وَافَقَتْ أَغْلَبِيَّةُ الْأَعْضَاءِ عَلَى الْقَرَارِ»** : ئەزالارنىڭ زور كۆپچىلىكى قارارغا قوشۇلدى.

**«فَازَ فِي الْإِنْتِخَابَاتِ بِأَغْلَبِيَّةٍ سَاحِقَةٍ»** : ئۇ سايلامدا مۇتلەق كۆپ ئاۋاز بىلەن غەلىبە قىلدى.

**حِزْبُ الْأَغْلَبِيَّةِ:** كۆپ سانلىقلار پارتىيىسى.

**أَغْلَبِيَّةٌ سَاحِقَةٌ:** مۇتلەق كۆپ قىسمى، مۇتلەق كۆپچىلىكى.

أَلْأَغْلَبِيَّةُ النِّسْبِيَّةُ: نىسبى كۆپ ئاۋاز.

أَغْلَطَ يُغْلِطُ إِغْلاَطًا ـ هُ: خاتالاشتۇردى.

أَغْلَظَ يُغْلِظُ إِغْلاَظًا الْيَمِيْنَ: قاتتىق قەسەم ئىچتى.

أَغْلَظَ لَهُ الْقَوْلَ: قوپال گەپ قىلدى، قوپاللىق قىلدى، توڭلۇق قىلدى.

أَغْلَقَ يُغْلِقُ إِغْلاَقًا الشَّيْءَ: پېچەتلىدى، ئەتتى، يۆگىدى، ياپتى.

أَغْلَقَ الْكِتَابَ: كىتابنى تۈپلىدى، كىتابنى مۇقاۋىلىدى.

أَغْلَقَ ج غُلُقٌ: خەتنە قىلىنمىغان.

أَغْلَقُ الْعَقْلِ: ئەخمەق، كالۋا.

قَلْبٌ أَغْلَقُ: دۆت، ھېچ نېمە بىلمەيدىغان.

أَغْلَقَ يُغْلِقُ إِغْلاَقًا: ياپتى، ئەتتى، تاقىدى.

أَغْلَقَ الْمَصْنَعَ: زاۋۇتنى تاقىدى.

«بَعْدَ الْإِنْقِلاَبِ الْعَسْكَرِيِّ أَغْلَقَتِ الْحُكُومَةُ الْحُدُودَ وَالْمَطَارَاتِ وَالْمَوَانِئَ»: ھەربىي ئۆزگىرىشتىن كېيىن ھۆكۈمەت چېگرا، ئايرودروم ۋە پورتلارنى تاقىدى.

«أَغْلَقَتِ الْمَدْرَسَةُ أَبْوَابَهَا»: مەكتەپ دەرۋازىلىرىنى ئەتتى.

أَغْلَقَ الْبَابَ: ئىشىككە قۇلۇپ سالدى، قۇلۇپلىدى.

أَغْلَقَ الْأَزْرَارَ: تۈگمىلىدى، توپچىلىدى.

«أَغْلَقَتِ الثُّلُوجُ الْكَثِيْفَةُ الطُّرُقَ الْجَبَلِيَّةَ»: قېلىن قار تاغ يوللىرىنى توسۇۋالدى.

«أَغْلِقْ مِنْ فَضْلِكَ التِّلْفَازَ»: تېلېۋىزورنى ئۆچۈرۈۋەتكىن.

أَغَلَّ يُغِلُّ إِغْلاَلاً الْأَرْضُ: زېمىندا ئاشلىق مول بولدى.

«نَزَلَ مَطَرٌ غَزِيرٌ هَذَا الْعَامَ فَأَغَلَّتِ الْأَرْضُ كَثِيرًا»: بۇ يىل يامغۇر كۆپ يېغىپ، يەردىن ئاشلىق كۆپ ئېلىندى.

أُغْلُوطَةٌ ج أَغَالِيطُ: خاتا قاراش، خاتالىق، سەپسەتە.

إِغْلَوْلَى يَغْلَوْلِي إِغْلِيْلاَءً الشَّجَرُ: دەرەخ بولۇق ئۆستى، بۈك ـ باراقسان بولدى.

أَغْلَى يُغْلِي إِغْلاَءً السِّعْرَ: باھانى ئۆستۈردى، باھانى ئۆرلەتتى.

أَغْلَى الشَّجَرُ: دەرەخ بولۇق ئۆستى.

أَغْلَى الْقِدْرُ: قازان قاينىدى.

أَغْلَى الْقِدْرَ: قازاننى قايناتتى.

أَغْلَى: ئەڭ قىممەت، باھاسى ئەڭ يۇقىرى.

«إِنَّ الْوَطَنَ أَغْلَى شَيْءٍ فِي الْوُجُودِ»: ۋەتەن ئەڭ قەدىرلىكتۇر.

«وَهِيَ أَغْلَى مَايَمْلِكُهُ فِي الْحَيَاةِ»: ئۇ ھاياتىدىكى ئەڭ قىممەتلىك نەرسىدۇر.

إِغْمَاءٌ: ھوشىدىن كەتمەك، ئايلىنىپ كەتمەك.

أَغْمَدَ يُغْمِدُ إِغْمَادًا السَّيْفَ: قىلىچنى غىلاپقا سالدى.

أَغْمَدَ سِكِّيْنًا فِي كَذَا: پىچاقنى تىقتى.

«أَغْمَدَ خَنْجَرَهُ فِي صَدْرِ عَدُوِّهِ»: ئۇ خەنجىرىنى دۈشمىنىنىڭ كۆكرىكىگە سانجىدى.

أَغْمَضَ يُغْمِضُ إِغْمَاضًا عَيْنَيْهِ: كۆزىنى يۇمۇۋالدى، كۆرمەسكە سالدى.

أَغْمَضَ عَنْ كَذَا: خۇپسەنلىك قىلدى، ئۆزىنى باشقا قىياپەتكە سېلىۋالدى.

أَغْمَضَ فِي السِّلْعَةِ: سودىدا كەڭ بولدى.

«وَلَسْتُمْ بِآخِذِيْهِ إِلاَّ أَنْ تُغْمِضُوْافِيْهِ» «قرآن»: ئۆزۈڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان ناچارلىرىنى ئېلىپ سەدىقە قىلماڭلار.

«أَغْمَضْتُ عَيْنَيَّ عَنْ عُيُوبِهِ وَإِسَاءَتِهِ إِلَيَّ»: ئۇنىڭ ئەيىبلىرىنى ۋە ماڭا قىلغان يامانلىقلىرىنى كەچۈردۈم.

أَغَمَّ يُغِمُّ إِغْمَامًا: غەم ـ قايغۇغا سالدى، ئەندىشىگە سالدى، ھەسرەت چەكتۈردى.

أَغَمَّتِ السَّمَاءُ: ئاسماننى بۇلۇت قاپلىدى.

أَغَمُّ م غَمَّاءُ ج غُمٌّ: قويۇق بۇلۇت.

أُغْمِيَ يُغْمِي إِغْمَاءً عَلَيْهِ: ھوشىدىن كەتتى، ھوشىنى يوقاتتى، ئايلىنىپ كەتتى.

«سَمِعَ النَّبَأَ فَأُغْمِيَ عَلَيْهِ»: خەۋەرنى ئاڭلاپ ھوشىدىن كەتتى.

«أُغْمِيَ عَلَيَّ إِغْمَاءَةً» : مەن ھوشۇمدىن كەتتىم.

أَغْنَمَ يُغْنِمُ إِغْنَامًا: ئىنئام قىلدى، ھەدىيە قىلدى، ئىلتىپات قىلدى.

أَغَنَّ يُغِنُّ إِغْنَانًا الشَّجَرُ: دەرەخ بۇك ـ باراقسان بولدى.

أَغَنَّ الْوَادِي: دەرەخلىك بولدى، دەرەخزارلىق بولدى.

أَغَنَّ الرَّجُلُ: دىمىغىدا غىڭشىدى.

أَغَنَّ الذُّبَابُ: چىۋىن غوڭۇلدىدى.

أَغَنَّتِ الْأَرْضُ: زېمىننىڭ ئوت ـ چۆپلىرى كۆپ بولدى.

أَغَنُّ م غَنَّاءُ ج غُنٌّ: بۇك ـ باراقسان دەرەخلىق، ئورمانلىق.

وَادٍ أَغَنُّ: ئورمانلىق جىلغا.

أَغْنَى يُغْنِي إِغْنَاءً: باي قىلدى، بېيىتتى.

أَغْنَاهُ مِنَ الشَّيْءِ: ئۇنى ھەممىدىن بىھاجەت قىلدى.

«وَوَجَدَكَ عَائِلًا فَأَغْنَى» «قرآن» : سېنى يوقسىز بىلىپ (كىشىلەردىن) بىھاجەت قىلمىدىمۇ؟

«مَا أَغْنَى عَنِّي مَالِيَهْ» «قرآن» : مېنىڭ مال ـ مۈلكۈم ماڭاھېچ نەرسىگەئەسقاتمىدى.

أَغْنَى عَنْهُ غَنَاءَ فُلَانٍ: ئۇنىڭ ئورنىنى دەسسىدى.

مَاأَغْنَى عَنْهُ: ئۇنىڭ پايدىسى بولمىدى.

«لِكُلِّ امْرِىءٍ مِنْهُمْ يَوْمَئِذٍ شَأْنٌ يُغْنِيهِ» «قرآن» : ئۇ كۈندە ھەر ئادەمنىڭ بىر ھالى بولىدۇكى، ئۇنىڭ باشقىلارغا قارىشىغا (شۇ ھالى) يار بەرمەيدۇ.

أُغْنِيَّةٌ ج أَغَانِيُّ وَأَغَانٍ: ناخشا، غەزەل، ناخشا تېكىستى، ناخشا سۆزى.

«كَلِمَاتُ هَذِهِ الْأُغْنِيَّةِ جَمِيلَةٌ» : بۇ ناخشىنىڭ تېكىستلىرى چىرايلىق.

أَغْوَى يُغْوِي إِغْوَاءً: يولدىن چىقاردى، ئاداشتۇردى.

أَغْوَاهُ الشَّيْطَانُ: شەيتان ئۇنى ئازدۇردى.

«رَبَّنَا هَؤُلَاءِ الَّذِينَ أَغْوَيْنَا أَغْوَيْنَاهُمْ كَمَا غَوَيْنَا» «قرآن» : پەرۋەردىگارىمىز ! بىز (سېنىڭ يولۇڭدىن) ئازدۇرغانلارنى (يەنى ئەگەشكۈچىلىرىمىزنى) ئۆزىمىز ئازغاندەك ئازدۇردۇق.

«لَأُزَيِّنَنَّ لَهُمْ فِي الْأَرْضِ وَلَأُغْوِيَنَّهُمْ أَجْمَعِينَ» «قرآن» : يەر يۈزىدە ئادەم بالىلىرىغا (گۇناھلارنى) ئەلۋەتتە چىرايلىق كۆرسىتىمەن، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئەلۋەتتە ئازدۇرىمەن.

أَغْيَا يُغْيِي إِغْيَاءً الرَّايَةَ: بايراق چىقاردى، بايراقنى قادىدى.

أَغْيَا الْغَايَةَ: نىشاننى بەلگىلىدى؛ نىشانغا يەتتى.

أَغْيَدُ م غَيْدَاءُ ج غِيدٌ: نازۇك، زىبا، گۈزەل قامەت، زىلۋا بوي.

أَغْيَمَ يُغْيِمُ إِغْيَامًا ـ تِ السَّمَاءُ: ھاۋا تۇتۇق بولدى، ئاسماننى بۇلۇت قاپلىدى.

أَفَاءَ يُفِيءُ إِفَاءَةً اللهُ عَلَيْهِ الْخَيْرَ: ئاللاھ ئۇنىڭغا ياخشىلىق قىلدى، ئاللاھ ئۇنىڭغا غەنىيمەت قىلىپ بەردى.

أَفَاءَ الظِّلُّ: سايە كەتتى.

«مَا أَفَاءَ اللهُ عَلَى رَسُولِهِ مِنْ أَهْلِ الْقُرَى» «قرآن» : ئاللاھ پەيغەمبىرىگە غەنىيمەت قىلىپ بەرگەن ئەھلى قۇرانىڭ ماللىرىنى.

أَفَادَ يُفِيدُ إِفَادَةً مَالًا: ھاسىل قىلدى، قولغا كەلتۈردى، پايدىلاندى؛ پايدا يەتكۈزدى.

أَفَادَهُ: ھاسىل قىلدۇردى، ئېرىشتۈردى، پايدا بەردى.

«أَفَادَنِي عَمَلِي هَذَا خِبْرَةً كَبِيرَةً» : مېنىڭ بۇ خىزمىتىم مېنى چوڭ تەجرىبىگە ئېرىشتۈردى.

إِفَادَةٌ: پايدا قىلماق، پايدا بەرمەك، ھاسىل قىلماق، ئالماق.

أَفَارَ يُفِيرُ إِفَارَةً: تاشتۇرۇۋەتتى، ئۇرغۇتۇۋەتتى.

أَفَاضَ يُفِيضُ إِفَاضَةً فِي الْحَدِيثِ: كەڭ دائىرىدە سۆزلىدى، سۆزنى ئۇزۇن قىلدى، بىلجىرلىدى.

أَفَاضَ الدَّمْعَ: ياش تۆكتى.

**أَفَاضَ اللّٰهُ الْخَيْرَ:** ئاللاھ ياخشىلىقنى كۆپ قىلدى.

**«وَنَادَى أَصْحَابُ النَّارِ أَصْحَابَ الْجَنَّةِ أَنْ أَفِيضُوا عَلَيْنَا مِنَ الْمَاءِ» (قرآن):** ئەھلى دوزاخ ئەھلى جەننەتكە: «سۇدىن ياكى ئاللاھ سىلەرگە بەرگەن ئېچىمىدىغان نەرسىلەردىن بىزگە بىرئاز قۇيۇپ بەرسەڭلار!» دەپ توۋلايدۇ.

**أَفَاضَ الْحَاجُّ مِنْ عَرَفَاتٍ إِلَى مِنًى:** ھاجىلار ئەرەفاتتىن مىناغا قايتتى.

**إِفَاضَةٌ:** قۇيماق، تۆكمەك، ئېقىتماق، ئاققۇزماق؛ قايتماق.

**طَوَافُ الإِفَاضَةِ:** ھاجىلار مىنادىن قايتىپ مەككىگە كىرىپ قىلىدىغان تاۋاپ.

**أَفَاظَ يُفِيظُ إِفَاظَةً:** ئۆلتۈردى، جېنىنى ئالدى.

**أَفَاظَهُ اللّٰهُ:** ئاللاھ ئۇنى قەبزى روھ قىلدى.

**أَفَاعِيلُ:** تۇراق (شېئىردا).

**أَفَاقَ يُفِيقُ إِفَاقَةً:** ئۆگشالدى، ھوشىغا كەلدى.

**أَفَاقَ مِنْ نَدَمٍ:** ئويغاندى.

**«فَلَمَّا أَفَاقَ قَالَ سُبْحَانَكَ تُبْتُ إِلَيْكَ» (قرآن):** ئۇ ھوشىغا كېلىپ: (پەرۋەردىگارىم!) سەن پاكتۇرسەن، ساڭا تەۋبە قىلدىم، دېدى.

**«أَفَاقَ عَلَى صَوْتِ جَرَسِ الْمُنَبِّهِ»:** ئۇ قوڭغۇراقلىق سائەتنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاپ ئويغاندى.

**أَفَاقَ الزَّمَانُ:** زامان كۈلۈپ باقتى.

**أَفَاقَ مِنْ جُنُونِهِ:** ساقايدى.

**أَفَاقَ مِنْ سُكْرِهِ:** مەستلىكى يېشىلدى.

**إِفَاقَةٌ:** ئويغانماق، ھوشىغا كەلمەك، ئېسىگە كەلمەك.

**إِفْتَاءٌ:** پەتىۋا بەرمەك، پەتىۋا چىقارماق.

**إِفْتِيَاتٌ:** يالغان، ساختا، تۆھمەت.

**إِفْتَاتَ يَفْتَاتُ إِفْتِيَاتًا بِرَأْيِهِ:** ئۆز بېشىمچىلىق قىلدى، مۇستەبىتلىك قىلدى، ئۆزىنىڭكىنى راست قىلدى، دېگىنىدە چىڭ تۇردى.

**«أَعْزَلُوهُ عَنِ الْقِيَادَةِ لِأَنَّهُ كَانَ يَفْتَاتُ بِرَأْيِهِ»:** ئۇ ھاكىممۇتلەق بولىۋالغانلىقتىن ئۇنى رەھبەرلىكتىن قالدۇردى.

**إِفْتَاتَ فِي الْأَمْرِ:** ئۇزۇمچە بولىۋالدى، ئۆز خاھىشى بويىچە ئىش قىلدى.

**إِفْتَاتَ الْكَلَامَ:** گەپنى ئويدۇرۇپ چىقاردى، توقۇپ چىقاردى.

**«هٰذَا كَلَامٌ إِفْتَاتَهُ خُصُومِي»:** بۇ دۈشمەنلىرىم توقۇپ چىققان سۆز.

**إِفْتَأَتَ يَفْتَئِتُ إِفْتِئَاتًا الْقَوْلَ عَلَيْهِ:** بوھتان چاپلىدى، تۆھمەت قىلدى.

**إِفْتَأَتَ بِرَأْيِهِ:** مۇستەبىتلىك قىلدى، ئۆز بېشىمچىلىق قىلدى، باشباشتاقلىق قىلدى.

**«إِفْتَأَتُوا عَلَيْهِ بِالْبَاطِلِ»:** ئۇنىڭغا يالغان چاپلىدى.

**«لَمْ يَنْتَخِبُوهُ رَئِيسًا لِلَّجْنَةِ لِأَنَّهُمْ يَعْرِفُونَ أَنَّهُ يَفْتَئِتُ بِرَأْيِهِ»:** ئۇلار ئۇنى كومىتېتنىڭ رەئىسى قىلىپ سايلىمىدى، چۈنكى، ئۇلار ئۇنىڭ باش باشتاقلىق قىلىدىغانلىقىنى بىلىدۇ.

**«حَرَّفَ خُصُومِي بَعْضَ مَا قُلْتُهُ وَافْتَأَتُوا عَلَيَّ مَا لَمْ أَقُلْهُ»:** دۈشمەنلىرىم بەزى سۆزلىرىمنى ئۆزگەرتىپ مەن دېمىگەن گەپلەرنى ماڭا چاپلىدى.

**إِفْتَأَدَ يَفْتَئِدُ إِفْتِئَادًا الرَّجُلُ:** ئوت ياقتى، ئوت تۇتاشتۇردى.

**إِفْتِتَاحٌ:** باشلىماق، تۇتۇش قىلماق.

**حَفْلَةُ إِفْتِتَاحِ الْمَعْرَضِ:** كۆرگەزمە ئېچىلىش مۇراسىمى.

**إِفْتِتَاحِيٌّ:** مۇقەددىمە، كىرىش سۆز.

**عَرْضٌ إِفْتِتَاحِيٌّ:** ئېچىلىش يىغىنى.

**مَقَالٌ إِفْتِتَاحِيٌّ:** باش ماقالە.

**إِفْتِتَاحِيَّةٌ ج إِفْتِتَاحِيَّاتٌ:** باش ماقالە.

**جَلْسَةٌ إِفْتِتَاحِيَّةٌ:** ئېچىلىش مۇراسىمى.

**«يُحَرِّرُ مُدِيرُ الْجَرِيدَةِ الْمَقَالَاتِ الْإِفْتِتَاحِيَّةَ»:** گېزىتنىڭ باش تەھرىرى باش ماقالىلەرنى يازىدۇ.

**إِفْتَتَحَ يَفْتَتِحُ إِفْتِتَاحًا:** باشلىدى، تۇتۇندى، كىرىشتى.

**«إِفْتَتَحَ الرَّئِيسُ الدَّوْرَةَ الْبِرْلَمَانِيَّةَ وَأَلْقَى**

**خِطَابَ الْإِفْتِتَاحِ»** : رەئىس پارلامېنت يىغىنىنى ئېچىپ ئېچىش نۇتقى سۆزلىدى.

**«اِفْتَتَحَ الْكَلَامَ بِاسْمِ اللّٰهِ»** : ئۇ سۆزىنى «بسم الله» بىلەن باشلىدى.

**اِفْتَتَحَ الْبِلَادَ:** يۇرتنى بويسۇندۇردى، ئىستىلا قىلدى، قولغا كىرگۈزدى، ئازاد قىلدى.

**اِفْتَتَنَ يَفْتَتِنُ اِفْتِتَانًا بِالْمَرْأَةِ:** ئايال كىشىگە مەپتۇن بولدى، شەيدا بولدى.

**اِفْتَتَنَ بِالْأَمْرِ:** ھەيران قالدى.

**اُفْتُتِنَ بِهِ:** قايمۇقۇپ قالدى، ئازدى.

**اِفْتَجَأَ يَفْتَجِئُ اِفْتِجَاءً الرَّجُلَ:** تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلدى.

**اِفْتِخَارٌ:** پەخىرلىنىمەك، ئىپتىخارلانماق، ماختانچاقلىق قىلماق، كۆز - كۆز قىلماق، كۆرەڭلىمەك.

**«اَلْإِفْتِخَارُ بِالْعِلْمِ وَالْأَدَبِ، لَا بِالْمَالِ وَالنَّسَبِ»** : پەخىرلىنىش مال - دۇنيا ۋە نەسەب بىلەن ئەمەس، ئەدەپ بىلەن بولىدۇ.

**اِفْتَخَرَ يَفْتَخِرُ اِفْتِخَارًا:** پەخىرلەندى، ئىپتىخار قىلدى، ماختانچاقلىق قىلدى.

**«إِنِّي أَفْتَخِرُ بِصَدَاقَتِكُمْ»** : مەن سىلەرنىڭ دوستلىقىڭلار بىلەن پەخىرلىنىمەن.

**اِفْتَدَى يَفْتَدِي اِفْتِدَاءً بِهِ:** ھەق تۆلىدى، ھەق تۆلەپ قايتۇرۇۋالدى.

**اِفْتَدَى نَفْسَهُ بِمَالِهِ:** مېلى بىلەن ئۆزىنى سېتىۋالدى.

**«يَوَدُّ الْمُجْرِمُ لَوْ يَفْتَدِي مِنْ عَذَابِ يَوْمِئِذٍ بِبَنِيهِ» «قرآن»** : گۇناھكار ئادەم ئۆز ئورنىغا ئوغۇللىرىنى... بېرىپ بولسىمۇ بۇ كۈندىكى ئازابتىن قۇتۇلۇشنى ئارزۇ قىلىدۇ.

**أَفْتَرَ يُفْتِرُ إِفْتَارًا:** تىنجىتتى، پەسەيتتى، بېسىقتۇردى؛ ئاجىزلاشتۇردى، بوشاتتى.

**أَفْتَرَ الْمَاءَ:** سۇنى ئىسسىتتى، سۇنى ىىلىتتى.

**إِفْتِرَاءٌ:** تۆھمەت قىلماق، بوھتان چاپلىماق.

**إِفْتِرَائِيٌّ:** تۆھمەتكە ئالاقىدار، تۆھمەت خاراكتېرلىك.

**اِفْتِرَاضٌ:** پەرەز قىلماق، تەسەۋۋۇر قىلماق.

**اِفْتِرَاضُ الْأَحْكَامِ:** قانۇنلارنى تۈزمەك، قانۇنلارنى ئورناتماق.

**«مَا قَالَهُ بِمُجَرَّدِ الْإِفْتِرَاضِ»** : ئۇنىڭ ئېيتقانلىرى نوقۇل پەرزدىنلا ئىبارەت.

**اِفْتِرَاضِيٌّ:** تەخمىنەن، قىياسەن.

**اِفْتِرَاقٌ:** ئايرىلماق، بۆلۈنمەك، تارقالماق.

**«لِكُلِّ اِجْتِمَاعٍ اِفْتِرَاقٌ»** : ھەربىر جەم بولۇشنىڭ بىر ئايرىلىشى بار.

**اِفْتَرَّ يَفْتَرُّ اِفْتِرَارًا الشَّخْصُ:** كۈلۈمسىرىدى، تەبەسسۇم قىلدى.

**اِفْتَرَّ ثَغْرُهُ:** يېقىملىق كۈلۈمسىرىدى.

**اِفْتَرَّ الْبَرْقُ:** چاقنىدى، يورىدى.

**اِفْتَرَسَ يَفْتَرِسُ اِفْتِرَاسًا الْكُتُبَ:** كىتابلارغا قاراپ چىقتى، كۆزدىن كەچۈردى.

**اِفْتَرَسَ الْأَسَدُ فَرِيسَتَهُ:** شىر ئوۋنى ئۆۋلىدى.

**اِفْتَرَشَ يَفْتَرِشُ اِفْتِرَاشًا:** يايدى.

**اِفْتَرَشَ ثَوْبَهُ:** كىيىمىنى سىلىنچا قىلدى.

**اِفْتَرَشَ الْخَضْرَاءَ:** چۆپلۈكتە ياتتى.

**اِفْتَرَشَ الْغَبْرَاءَ:** يەردە ياتتى.

**اِفْتَرَشَ الرَّجُلَ:** يىقىتتى.

**اِفْتَرَشَ الْمَرْأَةَ:** خوتۇن ئالدى، ئۆيلەندى.

**«اِفْتَرَشَ الْأَرْضَ وَالْتَحَفَ السَّمَاءَ»** : ئۇ يەرنى سىلىنچا، ئاسماننى يېپىنچا قىلدى.

**اِفْتَرَصَ يَفْتَرِصُ اِفْتِرَاصًا الْفُرْصَةَ:** پۇرسەتتىن پايدىلاندى.

**اِفْتَرَضَ يَفْتَرِضُ اِفْتِرَاضًا الْأَمْرَ:** تەسەۋۋۇر قىلدى، پەرەز قىلدى.

**«اِفْتَرَضْتُ أَنَّ زَوْجَهَا قَدْ مَاتَ فَتَزَوَّجَتْ ثَانِيَةً بَعْدَ سَنَةٍ مِنِ اخْتِفَائِهِ»** : بۇ ئايال ئېرىنى ئۆلدى دەپ پەرەز قىلىپ ئېرى غايىب بولۇپ بىر يىلدىن كېيىن ئىككىنچى قېتىم نىكاھلاندى.

**اِفْتَرَقَ يَفْتَرِقُ اِفْتِرَاقًا عَنْهُ:** ئايرىلدى، بۆلۈندى، پارچىلاندى؛ يىراقلاشتى.

**«سَافَرْنَا مَعًا إِلَى مِصْرَ ثُمَّ افْتَرَقْنَا»** : مىسىرغا بىرلىكتە سەپەر قىلىپ ئاندىن كېيىن ئايرى-

لىپ كەتتۇق.

«اِفْتَرَقَ أَهْلُ الْقَرْيَةِ بَعْدَ أَنِ اجْتَمَعُوا»: كەنت ئاھالىسى يىغىلغاندىن كېيىن تارقاپ كەتتى.

**اِفْتَرَى يَفْتَرِي اِفْتِرَاءً:** بوھتان قىلدى، قارا چاپلىدى، يالغان - ياۋىداق سۆز قىلدى.

«فَمَنْ أَظْلَمُ مِمَّنِ افْتَرَى عَلَى اللّٰهِ كَذِبًا» «قۇرئان»: ئاللاھقا يالغان چاپلىغاندىنمۇ زالىم ئادەم بارمۇ؟

**اِفْتَصَدَ يَفْتَصِدُ اِفْتِصَادًا الْعِرْقَ:** داۋالاش ئۈچۈن تومۇردىن قان ئالدى.

**اِفْتِضَاضُ الْبَكَارَةِ:** قىزلىق پەردىسىنى بۇزۇۋەتمەك، قىزلىقىنى ئالماق.

**اِفْتَضَحَ يَفْتَضِحُ اِفْتِضَاحًا الْأَمْرُ:** ئىچىپ تاشلاندى، ئاشكارىلاندى، پاش بولدى.

**اِفْتَضَّ يَفْتَضُّ اِفْتِضَاضًا الْبِكْرَ:** قىزلىقىنى ئالدى.

**اِفْتَعَلَ يَفْتَعِلُ اِفْتِعَالًا الشَّيْءَ:** ئويدۇرۇپ چىقاردى، ئويلاپ چىقاردى، توقۇپ چىقاردى.

**اِفْتَعَلَ حُجَّةً:** پاكىتنى ئويدۇرۇپ چىقاردى.

**اِفْتِقَادٌ:** ئىزدىمەك، تەكشۈرمەك، ئىز - دېرىكىنى قىلماق.

**اِفْتِقَارٌ:** موھتاج بولماق، ھاجىتى چۈشمەك.

**اِفْتَقَدَ يَفْتَقِدُ اِفْتِقَادًا الشَّيْءَ:** يوقلۇقىنىڭ قەدرىگە يەتتى.

«فِي اللَّيْلَةِ الظَّلْمَاءِ يُفْتَقَدُ الْبَدْرُ»: قاپقاراڭغۇ كېچىدە تولۇن ئاينىڭ يوقلۇقى بىلىنىدۇ.

**اِفْتَقَرَ يَفْتَقِرُ اِفْتِقَارًا:** نامراتلىشىپ قالدى، موھتاج بولۇپ قالدى.

**اِفْتَقَرَ إِلَى كَذَا:** ھاجەت چۈشتى، ھاجەتمەن بولدى.

«اِفْتَقَرَ بَعْدَ غِنًى»: بايلىقتىن كېيىن نامراتلىشىپ قالدى.

«هَذَا الشَّخْصُ يَفْتَقِرُ إِلَى الذَّكَاءِ»: بۇ ئادەم ئەقىل - پاراسەتكە موھتاج.

«هَذَا الْمَكَانُ يَفْتَقِرُ إِلَى الْمَاءِ»: بۇ ئورۇندا سۇ قىس.

«مَنِ اسْتَغْنَى بِمَالِ النَّاسِ افْتَقَرَ»: كىشىنىڭ مىلى قارىمىلىق بايلىق ئىزدىگەن ئادەم گادايلىشىپ قالىدۇ.

**اِفْتَكَرَ يَفْتَكِرُ اِفْتِكَارًا:** ئەسلىدى، ياد ئەتتى، ئېسىگە كەلدى.

«حَاوَلْتُ أَنْ أَفْتَكِرَ اسْمَهُ فَلَمْ أَسْتَطِعْ»: ئۇنىڭ ئىسمىنى شۇنچە ئويلىسىمۇ ئېسىمگە ئالالمىدىم.

**اِفْتَكَّ يَفْتَكُّ اِفْتِكَاكًا الرَّهْنَ:** گۆرۈنى قايتۇرۇۋالدى.

**اِفْتَكَّ الشَّيْءَ:** تارتىۋالدى.

**اِفْتَلَى يَفْتَلِي اِفْتِلَاءً بِعَيْنَيْهِ:** زەن قويدى، سىنچىلاپ قارىدى.

**أَفْتَنَ يُفْتِنُ إِفْتَانًا:** قايمۇقۇپ قالدى، گاڭگىراپ قالدى؛ قايمۇقتۇردى، ئازدۇردى، قىزىقتۇردى، ئالدىدى.

**اِفْتَنَّ يَفْتَنُّ اِفْتِنَانًا فِي الْقَوْلِ:** چىرايلىق ئۇسلۇبتا سۆزلىدى.

**أَفْتَى يُفْتِي إِفْتَاءً:** پەتىۋا بەردى، پەتىۋا چىقاردى.

**أَفْتَى فِي الْمَسْأَلَةِ:** ھۆكۈم چىقاردى، شەرىئەت ھۆكۈمىنى بايان قىلدى.

«قَالَتْ يَا أَيُّهَا الْمَلَأُ أَفْتُونِي فِي أَمْرِي» «قۇرئان»: ئۇ (يەنى بىلقىس) ئېيتتى: «ئى ئۇلۇغلار! مېنىڭ بۇ ئىشىمدا مەسلىھەت بېرىڭلار».

«يَا أَيُّهَا الْمَلَأُ أَفْتُونِي فِي رُؤْيَايَ إِنْ كُنْتُمْ لِلرُّؤْيَا تَعْبُرُونَ» «قۇرئان»: ئى ئەربابلار! سىلەر ئەگەر چۈش تەبىرىنى بىلسەڭلار، بۇ چۈشۈمگە تەبىر بېرىپ بېقىڭلار.

«مَنْ أَفْتَى بِغَيْرِ عِلْمٍ كَانَ إِثْمُهُ عَلَى مَنْ أَفْتَاهُ» «حديث»: كىمكى بىلمەي تۇرۇپ پەتىۋا بەرسە، ئۇنىڭ گۇناھى پەتىۋا بەرگۈچىگە بولىدۇ.

**أَفَجَّ يُفِجُّ إِفْجَاجًا فِي الْمَشْيِ:** قەدەم تاشلىدى، چوڭ قەدەم بىلەن ئىلگىرىلىدى.

**أَفْجَرَ يُفْجِرُ إِفْجَارًا:** گۇناھ قىلدى، ناشايان ئىشلارنى قىلدى؛ يالغانچىلىق قىلدى.

**أَفْجَعَ يُفْجِعُ إِفْجَاعًا — هُ:** ئۇنى ھەسرەت چەكتۈردى، پەرىشان قىلدى، ئىچچىندۇردى، ئازابلىدى.

إِفْحَامٌ: ئاغزىنى تۇۋاقلاپ قويماق، مات قىلماق.

أَلْحَجُّ م فَحْجَاءُ ج فُحْجٌ: پۇتى مايماق ئادەم.

أَفْحَشَ يُفْحِشُ إِفْحَاشًا: ناشايان ئىشلارنى قىلدى، بەتقىلىقلىق قىلدى، ئۇياتسىز گەپ قىلدى.

أَفْحَشَ فِي قَوْلِهِ وَفِعْلِهِ: ناچار سۆز ـ ھەرىكەتلەرنى قىلدى.

أَفْحَمَ يُفْحِمُ إِفْحَامًا الْبُكَاءُ الصَّبِيَّ: بالا يىغلاپ ئۈنى پۈتۈپ كەتتى.

أَفْحَمَهُ: ئىبخىز ئاچالماس قىلىۋەتتى، جاۋاب بېرەلمەس قىلىۋەتتى، لام ـ جىم دېگۈزمىدى.

«أَصَبْتَ وَأَخْطَأْتَ. لَقَدْ أَفْحَمْتَنِي» : سەن توغرا قىلدىڭ، مەن خاتالاشتىم، مېنى زۇۋان سۈرەلمەس قىلىپ قويدۇڭ.

أَفِدَ يَأْفَدُ أَفَدًا: يېقىنلاشتى، ئاز قالدى.

أَفِدَ السَّفَرُ: سەپەر يېقىنلاشتى.

أَفَرَ يَأْفِرُ أَفْرًا وَأُفُورًا: سوكۇلدىدى، يۈگۈردى؛ خوشال بولدى.

إِفْرَادٌ (فى النحو): بىرلىك، يەككىلىك.

إِفْرَادٌ (فى الفقه): ھەج بىلەن ئۆمرىنى بىر ۋاقىتتا جەملىمەسلىك.

إِفْرَادًا وَ إِجْمَالاً: ئايرىم ـ ئايرىم ۋە توپ ـ توپ.

«اَلصِّفَةُ تُطَابِقُ الْمَوْصُوفَ فِي الْإِفْرَادِ وَالتَّثْنِيَةِ وَالْجَمْعِ» : ئېنىقلىغۇچى بىرلىك، ئىككىلىك ۋە كۆپلۈك شەكىللىرىدە ئېنىقلانغۇچىغا ماس كېلىشى كېرەك.

إِفْرَازٌ ج إِفْرَازَاتٌ: ئاجرالما (بەدەندىن چىقىدىغان تەرگە ئوخشاشلار).

إِفْرَازُ الْغُدَدِ: بەز ئاجراتمىسى.

«يُسَبِّبُ هَذَا الْمَرَضُ زِيَادَةً فِي إِفْرَازَاتِ بَعْضِ الْغُدَدِ» : بۇ كېسەل بەزى بەزلەرنىڭ ئاجراتمىلىرىنىڭ كۆپىيىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.

إِفْرَاطٌ: ھەددىدىن ئاشۇرۇۋېتىشلىك، نورمالسىز.

إِفْرَاطُ الْإِنْتَاجِ: مەھسۇلاتنىڭ ئېھتىياجدىن ئېشىپ كېتىشى.

إِفْرَاغٌ: بوشاتماق، قۇرۇقدىماق، بىكار قىلماق.

أَفْرَجَ يُفْرِجُ إِفْرَاجًا عَنِ الشَّيْءِ: قويۇپ بەردى، بوشىتىۋەتتى، چىقاردى، ئايرىلدى، چەتنىدى.

«أَفْرَجَتِ الْحُكُومَةُ عَنْ جَمِيعِ الْمُعْتَقِلِينَ السِّيَاسِيِّينَ» : ھۆكۈمەت بارلىق سىياسىي مەھبۇسلارنى قويۇپ بەردى.

أَفْرَحَ يُفْرِحُ إِفْرَاحًا: شادلاندۇردى، خوشال قىلدى، خۇرسەن قىلدى.

«سَمِعْتُ الْيَوْمَ نَبَأً سَيُفْرِحُكَ» : بۈگۈن سېنى خۇشال قىلىدىغان خەۋەرنى ئاڭلىدىم.

أَفْرَخَ يُفْرِخُ إِفْرَاخًا: چۈجە چىقاردى، چۈجىلىدى.

أَفْرَخَ الْقَوْمُ بَيْضَتَهُمْ: مەخپىيەتلىكنى ئاشكارلىدى.

أَفْرَخَ رَوْعُهُ: كۆڭلى تەسكىن تاپتى.

أَفْرَدَ يُفْرِدُ إِفْرَادًا الشَّيْءَ: ئايرىۋەتتى، ئاجراتتى، بۆلدى.

أَفْرَدَ الْإِسْمَ: ئىسمىنى تاق سانغا ئايلاندۇردى.

«أُفْرِدَ الطُّلاَّبُ الْمُتَفَوِّقُونَ فِي شُعْبَةٍ خَاصَّةٍ» : ئەلاچى ئوقۇغۇچىلار ئايرىم قىسىمغا ئايرىۋېتىلدى.

أَفَرَّ يُفِرُّ إِفْرَارًا: قاچۇرۇۋەتتى.

أَفَرَّ الْحِصَانَ: ئاتنى قاچۇرۇۋەتتى.

أَفْرَزَ يُفْرِزُ إِفْرَازًا: ئايرىدى، ئاجراتتى، بۆلدى، تاللىدى.

أَفْرَزَ الْعَرَقَ: تەرلىدى.

أَفْرَطَ يُفْرِطُ إِفْرَاطًا: ئاشۇرۇۋەتتى، چەكتىن ئاشۇرۇۋەتتى.

«أَفْرَطَ فِي تَأْدِيبِ صَاحِبِهِ» : ھەمراھىنى ئەيىبلەشتە چەكتىن ئاشۇرۇۋەتتى.

أَفْرَغَ يُفْرِغُ إِفْرَاغًا الْإِنَاءَ: قاچىلارنى بوشاتتى، قۇرۇقدىدى.

أَفْرَغَ الشَّحْنَةَ: يۈكنى چۈشۈردى.

أَفْرَغَ الْمَاءَ: سۇنى قۇيدى، سۇنى تۆكتى.

أَفْرَغَ فِي قَالِبٍ: قېلىپقا قۇيدى، تۆكتى.

أَفْرَغَ الْعُمَّالُ الْبِضَاعَةَ: ئىشچىلار مال يۆتكىدى.

«أَفْرَغَ الْعُمَّالُ السَّفِينَةَ» : ئىشچىلار پاراخوتنى

بوشاتتى.

أَفْرَغَ الْبَارُودَ: ئوق ئاتتى، ئوققا توتتى.

أَفْرَغَ اللّٰهُ عَلَيْهِ صَبْرًا: ئاللاھ ئۇنىڭغا سەۋر ئاتا قىلسۇن.

إِفْرَنْج اَلْوَاحِدُ إِفْرَنْجِيٌّ: ياۋروپالىق؛ ياۋروپاغا خاس.

بِلاَدُ الْإِفْرَنْجِ: ياۋروپا.

اَلْمَلاَبِسُ الْإِفْرَنْجِيَّةُ: ياۋروپاچە كىيىم - كېچەك، كاستۇم، شىم.

أَفْرَى يُفْرِي إِفْرَاءً الشَّيْءَ: ياردى، پارچىلىدى، ئاجراتتى، بۆلدى.

إِفْرِيزٌ ج أَفَارِيزُ: لەمپە، پېشايۋان.

إِفْرِيزُ الطَّرِيقِ: يول ياقىسىدىكى پىيادىلەر يولى.

إِفْرِيزُ الْمَحَطَّةِ: ئىستانسىنىڭ ياكى بېكەتنىڭ ئاسفالت ياتقۇزۇلغان يولى.

إِفْرِيقَةُ. إِفْرِيقَا: ئافرىقا.

إِفْرِيقِيَا الْجَنُوبِيَّةُ: جەنۇبىي ئافرىقا.

جَنُوبِيُّ إِفْرِيقِيَا: ئافرىقىنىڭ جەنۇبى.

شِمَالِيُّ إِفْرِيقِيَا: ئافرىقىنىڭ شىمالى.

إِفْرِيقِيَا السَّوْدَاءُ: ئافرىقا سەھراسىنىڭ جەنۇبىغا جايلاشقان رايونلار.

إِفْرِيقِيٌّ: ئافرىقىلىق، ئافرىقىغا خاس.

أَفَزَّ يُفِزُّ إِفْزَازًا: ئۈركۈتۈۋەتتى، ئۈركۈتۈپ قاچۇرۇۋەتتى، ھاياجانلاندۇردى، چۆچۈتىۋەتتى.

«حَلِمْتُ حُلْمًا أَفَزَّنِي فَصَحَوْتُ مِنْ نَوْمِي»: شۇنداق بىر چۈش كۆرۈپتىمەنكى، مېنى قورقۇتۇۋەتتى، شۇنىڭ بىلەن مەن ئويغىنىپ كەتتىم.

أَفْزَعَ يُفْزِعُ إِفْزَاعًا: قورقۇتتى، ئەندىشە سالدى، چۆچۈتتى، ئۈركۈتتى.

«أَفْزَعَتِ الْغَارَةُ الْجَوِّيَّةُ النَّاسَ فَانْدَفَعُوا إِلَى الْمَلاَجِيءِ»: ھاۋا ھۇجۇمى كىشىلەرنى قورقۇتۇۋەتتى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ھاۋادىن مۇداپىئەلىنىش ئاكوپلىرىغا يۈگۈردى.

إِفْسَادٌ: بۇزماق، بۇزغۇنچىلىق قىلماق؛ چىرىتمەك.

أَفْسَحَ يُفْسِحُ إِفْسَاحًا الْمَكَانَ: ئورۇن كېڭەيتتى.

أَفْسَدَهُ يُفْسِدُ إِفْسَادًا: ئۇنى خاراب قىلدى، ۋەيران قىلدى، بۇزغۇنچىلىق قىلدى.

أَفْسَدَ الْعَلاَقَاتِ: مۇناسىۋەتنى بۇزدى.

«إِنَّ الْمُلُوكَ إِذَا دَخَلُوا قَرْيَةً أَفْسَدُوهَا» (قۇرئان): شۇبھىسىزكى، پادىشاھلار بىرەر شەھەرگە ھۇجۇم قىلىپ كىرسە، ئۇنى خاراب قىلىدۇ.

«وَإِذَا قِيلَ لَهُمْ لاَ تُفْسِدُوا فِي الْأَرْضِ قَالُوا إِنَّمَا نَحْنُ مُصْلِحُونَ» (قۇرئان): ئۇلارغا: «يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلماڭلار» دېيىلسە، «بىز ئىسلاھ قىلغۇچىلارمىز» دېيدۇ.

أَفْسَدَ الْآدَابَ: ئىستېتىكىنى بۇزدى، ئەخلاقىنى بۇزدى، ئۆرپ - ئادەتنى بۇزدى.

أَفْسَدَ الْجَوَّ بَيْنَهُمَا: ئىككىسىنىڭ ئارىسىدىكى كەيپىياتنى بۇزدى.

أَفْسَدَ بَيْنَهُمْ: ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئىغۋاگەرچىلىك قىلدى، بۆلگۈنچىلىك سالدى.

أَفْسَدَ عَلَى فُلاَنٍ: يىراقلاشتى، ئايرىلدى.

أَفْسَدَ تَأْشِيرَةً: پاسپورتنى كۈچىدىن قالدۇردى.

إِفْشَاءٌ: تارقاتماق؛ ئاشكارا قىلماق، پاش قىلماق.

أَفْشَلَهُ يُفْشِلُ إِفْشَالاً: مەغلۇپ قىلدى، يەڭدى، تارمار قىلدى.

أَفْشَى يُفْشِي إِفْشَاءً: تاراتتى، ئاشكارىلىدى، پاش قىلدى.

أَفْشَى السِّرَّ: مەخپىيەتلىكنى ئاشكارىلىدى.

أَفْصَحَ يُفْصِحُ إِفْصَاحًا: بىلدۈردى، ئىپادىلىدى؛ ئېنىق سۆزلىدى.

أَفْصَحَ عَنْ مُرَادِهِ: مەقسىتىنى بايان قىلدى.

أَفْصَحَ الْأَمْرُ: ئىش ئايدىڭلاشتى، ئېنىق بولدى.

«أَلَمَحَ إِلَى مَا يُرِيدُ وَلٰكِنَّهُ لَمْ يُفْصِحْ عَنْهُ»: ئۇ كۆڭلىدىكى ئىشنى ئىشارە قىلىپ ئۆتتى، لېكىن ئوچۇق سۆزلىمىدى.

أَفْصَحَ النَّصَارَى: ناسارالار پاسخا بايرىمى ئۆتكۈزدى.

أَفْصَحُ م فُصْحَى: ئەڭ پاساھەتلىك، ئەڭ ئېنىق سۆزلەيدىغان، سۆزگە ماھىر، سۆزمەن.

«وَأَخِي هَارُونُ هُوَ أَفْصَحُ مِنِّي لِسَانًا» (قۇرئان): قېرىندىشىم ھارۇننىڭ تىلى مېنىڭكىدىن راۋا-

دۇر.

**أَفْضَلَ يُفْضِلُ إِفْضَالاً عَلَيْهِ:** ئاشۇرۇۋەتتى، ئېشىپ چۈشتى؛ ئارتۇق بولدى.

**«أَفْضَلَ عَلَى أَصْحَابِهِ فِي الْجَدِّ وَ الْإِجْتِهَادِ»:** ئۇ ئىخلاس ۋە تىرىشچانلىقتا ھەمراھلىرىدىن ئېشىپ چۈشتى.

**«لاَ تَنْسَ فَضْلَ مَنْ يُفْضِلُ عَلَيْكَ»:** ساڭا ياخشىلىق قىلغان ئادەمنىڭ ياخشىلىقىنى ئۇنتۇمىغىن.

**أَفْضَلُ ج أَفْضَلُونَ وَأَفَاضِلُ م فُضْلَى وَفُضْلَيَاتٌ وَفُضَلُ:** ئەڭ ياخشى، ياخشىراق، ئەۋزەل، مۇنەۋۋەر.

**أَفْضَلُ جِدًّا:** ئىنتايىن ياخشى، ناھايىتى ياخشى.

**«عَرَضَ الْمَوْضُوعَ بِصُورَةِ أَفْضَلَ»:** تېمىنى ئەڭ ياخشى رەۋىشتە ئوتتۇرىغا قويدى.

**«صِحَّتُكَ الْيَوْمَ أَفْضَلُ كَثِيرًا مِنْ أَمْسِ»:** بۈگۈن سالامەتلىكىڭ تۈنۈگۈنكىدىن كۆپ ياخشى.

**«إِذَا أَرَدْتَ أَنْ تَزُورَهُ فَمِنَ الْأَفْضَلِ أَنْ تَتَّصِلَ بِهِ أَوَّلاً حَتَّى لاَ تَذْهَبَ وَهُوَ غَائِبٌ»:** ئۇنى يوقلىماقچى بولساڭ، ئەڭ ياخشىسى ئۇ ئۆيدە يوق بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئالدى بىلەن ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەتلىشىپ باق.

**أَفْضَلِيَّةٌ:** ئەۋزەللىك، ئارتۇقلۇق، ئېسىللىك (ئورۇن ۋە دەرىجە جەھەتتىن).

**اَلْأَفْضَلِيَّةُ لِكَذَا:** ئەڭ ئۈستۈنلۈك ... غا مەنسۇپ.

**«نَسْتَوْرِدُ هَذَا الصِّنْفَ بِسَبَبِ أَفْضَلِيَّتِهِ عَلَى الْأَصْنَافِ الْأُخْرَى»:** بۇ خىلدىكىلىرى باشقا خىلدىكىلىرىدىن ئارتۇق بولغانلىقى ئۈچۈن بىز ئۇنى ئىمپورت قىلىمىز.

**«اَلْأَفْضَلِيَّةُ فِي الْحُصُولِ عَلَى الْمُسَاعَدَةِ»:** ياردەمنى قولغا كەلتۈرۈشتىكى ئۈستۈنلۈك.

**أَفْضَى يُفْضِي إِفْضَاءً الْمَكَانُ:** ئورۇن خالى بولدى، كەڭ بولدى.

**أَفْضَى إِلَى:** ئېلىپ كەلدى، سەۋەب بولدى.

**أَفْضَى بِهِ إِلَى كَذَا:** ئېرىشتى، يېتىشتى.

**«وَكَيْفَ تَأْخُذُونَهُ وَقَدْ أَفْضَى بَعْضُكُمْ إِلَى بَعْضٍ وَأَخَذْنَ مِنْكُمْ مِيثَاقًا غَلِيظًا» «قرآن»:** ئۆز ئارا خىلۋەتتە بولۇشقان تۇرساڭلار ۋە ئاياللار سىلەردىن (نىكاھ ئەقدىدىن ئىبارەت) مۇستەھكەم ئەھدە ئالغان تۇرسا، ئۇنى قانداقمۇ قايتۇرۇۋالىسىلەر؟

**«لاَ تَسُبُّوا الْأَمْوَاتَ فَإِنَّهُمْ قَدْ أَفْضَوْا إِلَى مَا قَدَّمُوا» «حديث»:** ئۆلگەن كىشىلەرنى ھاقارەتلىمەڭلار، چۈنكى ئۇلار ئىلگىرى قىلغان ئەمەللىرىنىڭ نەتىجىسىنى كۆردى.

**أَفْضَى إِلَيْهِ بِكَذَا:** مەلۇم قىلدى، دەپ قويدى، ئۇقتۇردى، خەۋەر قىلدى.

**أَفْضَى إِلَى الْمَرْأَةِ:** ئايال بىلەن بىر يەردە بولدى.

**«أَفْضَتِ الْمُبَاحَثَاتُ إِلَى اتِّفَاقٍ بَيْنَ الْفَرِيقَيْنِ»:** مۇزاكىرە ئىككى تەرەپنى بىرلىككە ئېلىپ كەلدى.

**أَفْضَى بِسِرِّهِ:** مەخپىيەتلىكنى ئاشكارىلىدى.

**أَفْضَى الْأَمْرُ إِلَى كَذَا:** ئىش بۇ يەرگە يەتتى.

**إِفْطَارٌ:** ئىپتار؛ ئىپتار قىلماق.

**أَفْطَحُ م فَطْحَاءُ:** كەڭ.

**رَأْسٌ أَفْطَحُ:** ياپىلاق باش.

**أَفْطَرَ يُفْطِرُ إِفْطَارًا الصَّائِمُ:** ئىپتار قىلدى؛ ئەتىگەنلىك تاماق يېدى، ناشتا قىلدى.

**أَفْطَرَهُ:** ئەتىگەنلىك تاماق بەردى، ناشتا قىلدۇردى.

**أَفْطَرَ الصَّائِمَ:** ئىپتار قىلدۇردى، روزىسىنى بۇزۇۋەتتى.

**يُفْطِرُ الصَّائِمُونَ عِنْدَ غُرُوبِ الشَّمْسِ:** روزىدارلار كۈن پاتقاندا ئىپتار قىلىدۇ.

**تَنَاوُلُ الطَّعَامِ يُفْطِرُ الصَّائِمَ:** تاماق يېيىش روزىدارنىڭ روزىسىنى بۇزىۋېتىدۇ.

**أَفْطَسُ م فَطْسَاءُ ج فُطْسٌ:** پاناق، پاناق بۇرۇن، ياپىلاق بۇرۇن.

**شَخْصٌ أَفْطَسُ:** پاناق بۇرۇن ئادەم.

**أَفْطَمَ يُفْطِمُ إِفْطَامًا:** ئەمچەكتىن ئايرىلىش ۋاقتى بولدى.

**«فَطَمَتْهُ أُمُّهُ قَبْلَ أَنْ يُفْطِمَ»:** ۋاقتى توشۇشتىن بۇرۇن ئانىسى ئۇنى ئەمچەكتىن ئايرىۋەتتى.

**أَفْظَعَ يُفْظِعُ إِفْظَاعًا:** قورقۇتۇۋەتتى، چۆچۈتۈۋەتتى، ۋەھىمە پەيدا قىلدى.

«أَلْمَلْعَةُ مَا رَأَى مِنْ جَرَائِمَ» : ئۇ كۆرگەن جىنايەتلەر ئۇنى قورقۇتۇۋەتتى.

أَلْعَمَ يُلْعِمُ إِلْعَامًا: تولدۇردى، لىقمۇ لىق قاچىلىدى.

أَلْعُوَانُ: ئەركەك زەھەرلىك يىلان.

أَلْعُوَانِيَّةُ: زەھەرلىك، قەبىھ، مەككار، ھىيلىگەر، قارانىيەت، خەتەرلىك.

أَلْعُولَةُ ج أَفَاعِيلُ: قەبىھ ئىش، قەبىھ ھەرىكەت، ناشايان ئىش.

«نَبَذَتْهُ عَشِيرَتُهُ بِسَبَبِ أَفَاعِيلَ» : ئۇنىڭ ناشايان ئىشلىرى تۈپەيلىدىن ئۇنى قەۋم قېرىنداشلىرى تاشلىۋەتتى.

أَلْعَى ج أَفَاعٍ: زەھەرلىك چىشى يىلان.

أَلْغَرَ يُلْغِرُ إِلْغَارًا فَمَهُ: ئېغىزىنى ئاچتى.

أَفَّ يَؤُفُّ وَيَئِفُّ أَفًّا الرَّجُلُ: ئۇ ئۇھ دېدى، ئوش دېدى.

أُفٍّ: توفى! ھۇ.

«فَلَا تَقُلْ لَهُمَا أُفٍّ» «قرآن» : ئۇلارغا ئوھوي دېمىگىن!

أُفُّ الْأُذُنِ: قۇلاق كىرى.

أُفٍّ لَكَ: مالىڭ نېرى! سەندىن تويدۇم!

أَفَّاقٌ: سەيلە قىلغۇچى، ئېقىپ يۈرگۈچى، سەرگەردان.

أَفَّاكٌ: يالغانچى، كازراپ، پىتنە ـ ئىغۋا تارقاتقۇچى، ئويدۇرمىچى.

أَفَكَ يُؤَفِّكُ تَأْفِيكًا: يالغانچىلىق قىلدى.

أَفَّقَ يُؤَفِّقُ تَأْفِيقًا: ئۇھ تارتتى، ئوھوش دېدى، ھوي دېدى.

أَفَقَ يَأْفِقُ أَفْقًا: سەيلە قىلدى، سەرسان بولۇپ يۈردى.

أُفْقٌ. أُفُقٌ ج آفَاقٌ: ئۇپۇق، ئۇپۇق سىزىقى، ئاسمان گۈمبىزى.

«ذُومِرَّةٍ فَاسْتَوَى وَهُوَ بِالْأُفُقِ الْأَعْلَى» «قرآن» : ئۇنىڭ (يەنى جىبرىئىلىنىڭ) كۆرۈنۈشى چىرايلىق بولۇپ، يۇقىرى ئۇپۇقتا (ئۆز شەكلىدە) تۇردى.

ضَيِّقُ الْأُفُقِ أَوْ ذُوأُفُقٍ مَحْدُودٍ: بىلىمسىزلىكى چەكلىك.

«بَعُدَ عَنْ ضَيِّقِ الْأُفُقِ وَالْأَنَانِيَّةِ» : تار رامكىدىن، شەخسى مەنپەئەتپەرەسلىكتىن خالى بولدى.

وَاسِعُ الْأُفُقِ: كەڭ مەلۇماتلىق، بىلىمى كەڭ دائىرىلىك، كۆپنى بىلىدىغان.

ذُو أُفُقٍ وَاسِعٍ: كەڭ مەلۇماتلىق، بىلىمى كەڭ دائىرىلىك، كۆپنى بىلىدىغان.

«هُوَ يَتَطَلَّعُ إِلَى الْفَجْرِ الْجَدِيْدِ وَرَاءَ الْأُفُقِ الْبَعِيْدِ» : ئۇ يىراق ئۇپۇقنىڭ كەينىدىكى يېڭى تاڭغا قاراۋاتىدۇ.

آفَاقُ الْأَرْضِ: زېمىن ئەتراپى.

«إِجْتَازَتْ شُهْرَتُهُ الْآفَاقَ» : ئۇنىڭ شۆھرىتى جاھانغا پۇر كەتتى.

جَوَّابُ آفَاقٍ: كۆپ سەپەر قىلغۇچى، جاھان كېزەر.

أَفْقَدَ يُفْقِدُ إِفْقَادًا ـــ هُ الشَّيْءَ: ئايرىدى، قولدىن كەتكۈزۈپ قويدى، يوقىتىپ قويدى، مەھرۇم قىلدى.

أَفْقَدَهُ صَوَابَهُ: ھوشىنى يوقاتتى.

أَفْقَدَهُ الْحَيَاةَ: ھاياتىدىن ئايرىدى.

أَفْقَدَ صَبْرَهُ: سەۋر ـ تاقىتىنى يوقاتتى.

أَفْقَدَهُ تَوَازُنَهُ: تەڭپۇڭلۇقىنى يوقاتتى.

أَفْقَرَ يُفْقِرُ إِفْقَارًا: كەمبەغەل قىلىۋەتتى، نامراتلاشتۇرۇۋەتتى.

«أَفْقَرَهُ الْقِمَارُ وَحُبُّ اللَّهْوِ» : قىمار ۋە ئويۇنپەرەسلىك ئۇنى نامراتلاشتۇرۇۋەتتى.

أَفْقَرَ الْمَكَانُ: چۆللىشىپ كەتتى، چۆلگە ئايلىنىپ قالدى.

أَفْقَمُ: ھىڭگاڭ چىش.

أَفْقَهَ يُفْقِهُ إِفْقَاهًا: ئەسلەتتى، ئېسىگە سالدى، يادىغا كەلتۈردى، بىلدۈردى، خەۋەردار قىلدى.

أُفُقِيٌّ: ئۇپۇقچە، توغرىسىغا.

أَفَكَ يَأْفِكُ أَفْكًا و أُفُوكًا و أَفِكَ يَأْفَكُ أَفَكًا

وَإِفْكًا: يالغانچىلىق قىلدى، يالغان ـ ياۋىداقلارنى توقۇدى، بوھتان چاپلىدى، ئويدۇردى.

«فَأَلْقَى مُوسَى عَصَاهُ فَإِذَا هِيَ تَلْقَفُ مَا

**يَأْفِكُوْنَ»** ‹قۇرئان›: مۇسا ھاسىسىنى تاشلىدى، (ئۇ ئەجدىھاغا ئايلىنىپ) ئۇلارنىڭ ئويدۇرما نەرسىلىرىنى يۇتۇۋەتتى.

**«قَالُوا أَجِئْتَنَا لِتَأْفِكَنَا عَنْ آلِهَتِنَا»** ‹قۇرئان›: ئۇلار سەن بىزنى ئىلاھلىرىمىزدىن توسقىلى كەلدىڭمۇ؟ ـ دېدى.

**أَفَكَهُ عَنِ الشَّيْءِ**: ئۇ پەللەپ ئۇنى پىكرىدىن ياندۇردى.

**إِفْكٌ، أَفَكٌ**: يالغان ئېيتماق، پىتنە ـ ئىغۋا تارقاتماق.

**«بَلْ ضَلُّوا عَنْهُمْ وَذَلِكَ إِفْكُهُمْ وَمَا كَانُوا يَفْتَرُونَ»** ‹قۇرئان›: بەلكى ئۇلارنىڭ مەبۇدلىرى غايىب بولدى، بۇ (يەنى بۇتلار بىزنى خۇداغا يېقىن قىلىدۇ، دېگەن سۆزى) ئۇلارنىڭ ئويدۇرمىسىدۇر ۋە ئاللاھقا چاپلىغان بوھتانلىرىدۇر.

**أَفْكَرَ يُفْكِرُ إِفْكَارًا**: ئويلاندى، مۇلاھىزە قىلدى، پىكىر قىلدى.

**أُفْكُوهَةٌ ج أَفَاكِيهُ**: ئاجايىپ خەۋەر، قىزىقارلىق خەۋەر، كىنايە سۆز.

**أَفَلَ يَأْفُلُ وَيَأْفِلُ وَأَفِلَ يَأْفَلُ أُفُوْلاً النَّجْمُ أَوِ الْقَمَرُ**: ئۆچتى، ئولتۇردى.

**أَفَلَ نَجْمُ فُلاَنٍ**: ئامىتى قاچتى، تەلىيى ئوڭ كەلمىدى، بەختى قاچتى.

**أَفِلَ يَأْفَلُ أَفْلاً وَ أُفُولاً**: غايىب بولدى، يوقالدى، ئۆچتى.

**«كَانَ مَشْهُورًا ثُمَّ أَفَلَ نَجْمُهُ فِي السَّنَوَاتِ الْأَخِيرَةِ»**: ئۇ داڭدار ئىدى، يېقىنقى يىللاردا شۆھرىتى پەسىيىپ كەتتى.

**إِفْلاَسٌ**: سۇنماق، ۋەيران بولماق، خاراب بولماق، خانىۋەيران بولماق.

**«أَعْلَنَ التَّاجِرُ إِفْلاَسَهُ»**: سودىگەر ۋەيران بولغىنىنى ئېلان قىلدى.

**أَفْلاَطُونِيٌّ**: ئەپلاتونچى، ئەپلاتون پەلسەپىسىگە ئەگەشكۈچى.

**حُبٌّ أَفْلاَطُونِيٌّ**: روھىي مۇھەببەت، مەنىۋى مۇھەببەت.

**اَلْأَفْلاَطُونِيَّةُ الْجَدِيدَةُ**: يېڭى پىلاتونىزم.

**اَلْأَفْلاَطُونِيَّةُ الْمُحْدَثَةُ**: يېڭى پىلاتونىزم.

**اَلْأَفْلاَطُونِيَّةُ الْحَدِيثَةُ**: يېڭى پىلاتونىزم.

**أَفْلَتَ يُفْلِتُ إِفْلاَتًا الشَّيْءَ**: قۇتقۇزدى، بوشاتتى، قويۇۋەتتى.

**أَفْلَتَ فُلاَنٌ**: قۇتۇلدى، خالاس تاپتى.

**أَفْلَجُ م فَلْجَاءُ**: كوماك ئادەم.

**أَفْلَحَ يُفْلِحُ إِفْلاَحًا الرَّجُلُ**: نىجات تاپتى، ئۇتۇق قازاندى، نەتىجىگە ئېرىشتى.

**«قَدْ أَفْلَحَ مَنْ زَكَّاهَا»** ‹قۇرئان›: روھىنى پاك قىلغان ئادەم چوقۇم مۇرادىغا يېتىدۇ.

**«قَدْ أَفْلَحَ الْمُؤْمِنُونَ»** ‹قۇرئان›: مۆمىنلەر ھەقىقەتەن بەختكە ئېرىشتى.

**أَفْلَسَ يُفْلِسُ إِفْلاَسًا**: مېلىدىن ئايرىلىپ ۋەيران بولدى.

**«أَفْلَسَ كَثِيرٌ مِنَ التُّجَّارِ بِسَبَبِ الْأَزْمَةِ الْاقْتِصَادِيَّةِ»**: ئىقتىسادىي كرىزىس تۈپەيلىدىن نۇرغۇن سودىگەرلەر ۋەيران بولدى.

**أَفْلَقَ يُفْلِقُ إِفْلاَقًا الشَّاعِرُ**: شائىر قالتىس شېئىر يازدى.

**إِفْلِكَانٌ**: بادامچە بەز، بادام تەنچە.

**أَفَلٌ**: پۆچۈق، كوماك.

**سَيْقٌ أَفَلٌ**: پۆچۈق قىلىچ.

**إِفْلِيْكَانٌ**: بادامچە بەز، بادام تەنچە.

**أَفِنَ يَأْفَنُ أَفَنًا و أَفْنًا الرَّجُلُ**: كالىتا پەملىك قىلدى، دۆتلىك قىلدى، ئەقلىي قىسقا بولدى.

**أَفَنَ يَأْفِنُ أَفْنًا النَّاقَةَ**: تۆگىنى ۋاقىتسىز ساغدى.

**أَفَنَ اللّٰهُ فُلاَنًا**: ئاللاھ كالتە پەم قىلىپ قويدى.

**أَفْنَدَ يُفْنِدُ إِفْنَادًا**: رەددىيە بەردى، يالغانغا چىقاردى؛ مات قىلدى.

**أُفْنُونٌ ج أَفَانِيْنُ**: سەنئەت تۈرلىرى؛ ئېگىلىشىپ كەتكەن شاخ، قويۇق شاخ، بولۇق شاخ.

**أَفَانِيْنُ الْكَلاَمِ**: سۆزنىڭ ئۇسلۇبلىرى.

**«إِخْتَفَى الطَّائِرُ بَيْنَ الْأَفَانِينِ»**: قۇش قويۇق شاخلار ئارىسىغا مۆكۈندى.

**أَكَرَ يأْكُرُ أَكْرًا الأَرْضَ:** يەر تېرىدى، دېھقانچىلىق قىلدى.

**أَكَرَ النَّهْرَ:** ئۆستەڭ قازدى.

**أَكْرَبَ يُكْرِبُ إِكْرَابًا فِي السَّيْرِ:** تېز ماڭدى، ئالدىراپ ماڭدى، يېقىنلاشتى، يېقىن كەلدى.

**أَكْرَبَ الأَمْرُ:** يۈز بەرگىلى تاس قالدى.

**أُكْرَةٌ ج أُكَرٌ:** ئورا، ئازگال، خەندەك، گۈدالڭ؛ شار.

**أُكْرَةُ الْبَابِ:** ئىشىكنىڭ تۇتقۇچى.

**أَكْرَثَ يُكْرِثُ إِكْرَاثًا الْغَمُّ فُلاَنًا:** غەم بېسىۋالدى، غەم ـ قايغۇدا قالدى.

**أَكْرَجَ يُكْرِجُ إِكْرَاجًا الْخُبْزُ:** نان بۇزۇلۇپ قالدى، نان كۆكىرىپ قالدى.

**أَكْرَشُ م كَرْشَاءُ ج كُرْشٌ و كَرْشَوَاتٌ:** يوغان قورساق، بادالڭ قورساق.

**أَكْرَفَ يُكْرِفُ إِكْرَافًا الشَّيْءَ:** پۈردى، ھىدلىدى.

**أَكْرَفَ الْحِمَارُ:** ئېشەك سۈيدۈكىنى پۇراپ تۇمشۇقىنى ئاسمانغا قىلدى.

**أَكْرَمَ يُكْرِمُ إِكْرَامًا الشَّخْصَ:** ھۆرمەتلىدى، قەدىرلىدى، ئىززەت ـ ئىكرام قىلدى.

**أَكْرَمَ اللهُ مَثْوَاهُ:** ئاللاھ ئۇنىڭغا خاتىرجەملىك ئاتا قىلسۇن، ئاللاھ ئۇنىڭ ياتقان يېرىنى جەننەتتە قىلسۇن.

**«فَأَمَّا الْإِنْسَانُ إِذَا مَاابْتَلاَهُ رَبُّهُ فَأَكْرَمَهُ وَنَعَّمَهُ فَيَقُوْلُ رَبِّي أَكْرَمَنِ»** «قرآن»: پەرۋەردىگارى ئىنسانىنى سىناپ ئەزىز قىلسا ۋە ئۇنىڭغا نېمەت بەرسە، ئۇ: «پەرۋەردىگارىم مېنى ئەزىز قىلدى دەيدۇ».

**«أَكْرَمَ نَفْسَهُ عَنِ الْمَعَاصِي»:** ئۇ گۇناھلاردىن ئۆزىنى يىراق تۇتتى.

**«أَكْرَمَ نَفْسَهُ عَنْ سَيِّ الأَفْعَالِ»:** ناچار قىلمىشلاردىن يىراق بولدى، ناچار قىلمىقلاردىن پاك بولدى.

**أَكْرَمَ اللهُ وَجْهَهُ:** ئاللاھ ئۇنىڭغا شەرەپ ئاتا قىلسۇن.

**أَكْرَمُ:** ئەلا، سېخى، ئەڭ مەرد، ئەڭ ئېسىل.

**«إِنَّ أَكْرَمَكُمْ عِنْدَ اللهِأَتْقَاكُمْ»** «قرآن»: ئەڭ تەقۋادار بولغانلىرىڭلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ھۆرمەتلىك ھېسابلىنىسىلەر.

**أَكْرَهَ يُكْرِهُ إِكْرَاهًا عَلَى الأَمْرِ:** زورلىدى، مەجبۇرلىدى، قىستىدى.

**أُكْرِهَ عَلَى الطَّاعَةِ:** مەجبۇرىي باش ئەگدۈردى، بېسىم ئىشلەتتى، بويسۇندۇردى.

**«أَفَأَنْتَ تُكْرِهُ النَّاسَ حَتَّى يَكُونُوا مُؤْمِنِيْنَ»** «قرآن»: سەن كىشىلەرنى مۇسۇلمان بولۇشقا مەجبۇرلامسەن؟

**«إِلَّامَنْ أُكْرِهَو قَلْبُهُ مُطْمَئِنٌّ بِالْإِيْمَانِ»** «قرآن»: قەلبى ئىمان بىلەن مۇستەھكەم تۇرسىمۇ مەجبۇرلاش ئاستىدا ئىماندىن يانغانلىقىنى بىلدۈرگەنلەربۇنىڭدىن مۇستەسنا.

**أَكْرَى يُكْرِي إِكْرَاءً دَارَهُ:** ئۆيىنى ئىجارىگە بەردى.

**أَكْسَبَ يُكْسِبُ إِكْسَابًا فُلاَنًا مَالاً:** پايدىغا ئېرىشتۈردى، نەپ بەردى.

**أَكْسَبَ حَقًّا:** ھوقۇقدار قىلدى.

**«أَكْسَبَ الأُسْتَاذُ تِلْمِيذَهُ الْعِلْمَ»:** ئۇستاز شاگىرتىنى ئىلىمگە ئىگە قىلدى.

**«يُكْسِبُ التَّطْعِيْمُ الْجِسْمَ مَنَاعَةً ضِدَّ الْمَرَضِ»:** بەدەنگە ئوكۇل سېلىش كېسەللىككە قارشى كۈچ پەيدا قىلىدۇ.

**أَكْسَحُ م كَسْحَاءُ ج كُسْحٌ و كُسْحَانٌ:** راخىت كېسەللىكگە دۇچار بولغۇچى، پارالىچ كېسەللىكگە دۇچار بولغۇچى.

**رَجُلٌ أَكْسَحُ:** پالەچ ئادەم.

**أَكْسَدَ يُكْسِدُ إِكْسَادًا الْقَوْمُ:** بازىرى كاساتلاشتى، راۋاج تاپمىدى.

**أَكْسَدَتِ السُّوقُ:** بازار كاساتلاشتى، روناق تاپالمىدى.

**أَكْسَدَهُ:** تاشلىۋەتتى، تاشلاتقۇزىۋەتتى، ئۇنى داتلاشتۇردى.

**أَكْسَدَ الْمَادَّةَ:** ماددىنى ئوكسىدلاشتۇردى، دات باستۇردى.

**أَكْسَدَ يُكْسِدُ أَكْسَدَةً:** ئوكسىگېنئارىلاشتۇردى.

**أُكْسِيدُ الْحَدِيدِ:** تۆمۈر ئوكسىدى، دات.

**أُكْسِيدُ الرَّصَاصِ:** ئالىيۇمىن ئوكسىدى.

**أَكْسَلَ يُكْسِلُ إِكْسَالاً الأَمْرُ فُلاَنًا:** هورۇن قىلىپ قويدى، ھالىنى قويمىدى.

**أَكْسَى يُكْسِي إِكْسَاءً الثَّوْبَ:** كىيىمكىيگۈزدى.

**«أَكْسَى حَدِيثَهُ مُلَحًا وَنَوَادِرَ» :** ئۇ سۆزىگە يۇمۇر ۋە لەتىپىلەرنى قوشتى.

**أَكْسِيْجِين:** ئوكسىگېن.

**إِكْسِيْرٌ:** ئاربلاشما مادىدا (قەدىمقىلار ئۇنىڭ بىلەن تۆمۈر، مىستەك مەدەن مەھسۇلاتلىرىنى ئالتۇنغا ئايلاندۇرغىلى بولىدۇ دەپ قارايتتى، يەنە ئۇلارنىڭ قارىشىچە ئۆمۈرنى ئۇزارتقىلى بولىدىغان ئىچىملىك).

**إِكْسِيْرُ الْحَيَاةِ:** قىرىماسلىق دورىسى.

**أَكْفَأَ يُكْفِئُ إِكْفَاءً الإِنَاءَ:** قاچىنى ئۆرىدى، كۆمتۈردى، سىندۇردى.

**أَكْفَرَ يُكْفِرُ إِكْفَارًا الرَّجُلَ:** كاپىر دەپ قارىدى، كاپىرغا چىقاردى، كۇپۇرغا نىسبەت بەردى.

**أَكْفَرَهُ:** گۇناھقا مەجبۇرلىدى.

**أَكْفَسُ م كَفْسَاءُ ج كُفْسٌ:** مايماق پاچاق، پۇتى قىڭغىر.

**أَكْفَلَ يُكْفِلُ إِكْفَالاً:** كېپىل قىلدى، كاپالەتلىك قىلدى، كېپىل قىلدۇردى.

**أَكْفَلَ فُلاَنًا مَالَهُ:** مېلىنى كېپىللىككە بەردى، ساقلاپ بېرىشكە بەردى.

**«فَقَالَ أَكْفِلْنِيْهَا وَعَزَّنِي فِي الْخِطَابِ» «قرآن» :** قېرىندىشىم ئۇ بىر ساغلىقنىمۇ ماڭا بەرگىن دەيدۇ، (ئارىمىزدا بۇ توغرىلىق مۇنازىرە بولۇپ) ئۇ مېنى سۆزدە يېڭىپ قويدى.

**إِكْفِهْرَارٌ:** قاراڭغۇ، تۇتۇق.

**إِكْفَهَرَّ يَكْفَهِرُّ إِكْفِهْرَارًا اللَّيْلُ:** كېچە قاراڭغۇ بولدى، قاراڭغۇلۇق قاپلىدى.

**إِكْفَهَرَّ السَّحَابُ:** بۇلۇت قويۇقلىشىپ ھاۋا قاراڭغۇلاشتى.

**إِكْفَهَرَّ وَجْهُهُ:** قاپىقى تۈرۈلدى، چىرايى تۇتۇلدى.

**أَكَّارٌ ج أَكَرَةٌ وَأَكَّارُوْنَ:** دېھقان، تېرىقچى.

**أَكَّاكٌ:** ئۇچۇلۇقچى.

**أَكَّالٌ:** قارنى يامان، كۆزى ئاچ، چوڭ يەپ چوڭ ئىچكۈچى، ئوپقان.

**«سَمَّاعُونَ لِلْكَذِبِ أَكَّالُونَ لِلسُّحْتِ» «قرآن» :** ئۇلار يالغانغا قۇلاق سالغۇچىلاردۇر، ھارامنى يېگۈچىلەردۇر.

**أَكَّدَ يُؤَكِّدُ تَأْكِيدًا الأَمْرَ:** تەكىتلىدى، كۈچەيتتى.

**أَكَّدَ الْفَرَسَ:** ئاتنى ئىگەرلىدى.

**أَكَّدَ الْخَبَرَ:** تەكىتلىدى.

**أَكَّدَ صِحَّةَ النَّبَإِ:** ئۇ خەۋەرنىڭ توغرىلىقىنى تەكىتلىدى.

**أَكَّدَ الشَّائِعَاتِ:** ئۇ ئەپقاچتى گەپلەرنى ئىسپاتلىدى.

**«أَكَّدَعَلَيْهِضَرُورَةَحُضُورِهِ قَبْلَمَوْعِدِ السَّفَرِ» :** ئۇنىڭغا سەپەرگە چىقىش ۋاقتىدىن بۇرۇن ھازىر بولۇش كېرەكلىكىنى تەكىتلىدى.

**أَكَّفَ يُؤَكِّفُ تَأْكِيْفًا الْحِمَارَ:** ئېشەككە ئۇچۇلۇق توقىدى.

**أَكَّلَ يُؤَكِّلُ تَأْكِيْلاً الطَّعَامَ:** تاماقنى يېگۈزۈپ تويغۇزدى.

**أَكَلَ يَأْكُلُ أَكْلاً و مَأْكَلاً الطَّعَامَ:** تاماقنى چايناپ يۇتتى.

**أَكَلَ حَقَّهُ:** ھەققىنى يەۋالدى، ئۇنىڭ ھەققىنى ئىگىلىۋالدى.

**أَكَلَتِ النَّارُ الشَّيْءَ:** ئوت بەربات قىلىۋەتتى.

**«وَ مِنْ كُلٍّ تَأْكُلُونَ لَحْمًا طَرِيًّا» «قرآن» :** ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسىدىن يېڭى گۆشلەرنى يەيسىلەر.

**«حَتَّى يَأْتِيَنَا بِقُرْبَانٍ تَأْكُلُهُ النَّارُ» «قرآن» :** ئوت يەپ كېتىدىغان بىر قۇربانلىق كەلتۈرمىگۈچە...

**«أَكَلْتُ بِالْعُوْدَيْنِ» :** چوكا بىلەن تاماق يېدىم.

**أَكَلَ عَلَيْهِ الدَّهْرُ وَشَرِبَ:** ئۇزۇن ئۆمۈر كۆردى، كونىلىقتىن چىرىپ كەتتى.

**أَكَلَ الْمَالَ:** مالنى يەۋالدى.

**أَكَلَتِ الأَرَضَةُ الْخَشَبَ:** ياغاچنى قۇرت يېدى.

**أَكَلَ عُمْرَهُ:** قېرىپ كەتتى.

**أَكَلَ لَحْمَهُ:** غەيۋىتىنى قىلدى.

**«يَعْلَمُ أَوْيَعْرِفُ مِنْ أَيْنَ تُؤْكَلُ الْكَتِفُ» :** ئىشنىڭ يولىنى بىلىدۇ، ئىشنى ئەپلىيە-

لەيدۇ.

**أَكَلَ يَأْكُلُ أَكْلاً و أُكَالاً رَأْسَهُ:** بېشى قىچىشتى.

**أَكِلَ يَأْكَلُ أَكَلاً الشَّقُّ:** قۇرت يېدى، چىرىدى.

**أَكْلٌ:** يېمەك.

**غُرْفَةُ الأَكْلِ:** تاماقخانا، تاماق يەيدىغان ئۆي.

**قَاعَةُ الأَكْلِ:** تاماقخانا.

**أُكُلٌ. أُكْلٌ ج آكَالٌ:** مېۋە، يېمەكلىكلەر، كەڭ رىزىق.

**«أَلَمْ تَرَكَيْفَ ضَرَبَ اللّٰهُ مَثَلاً كَلِمَةً طَيِّبَةً كَشَجَرَةٍ طَيِّبَةٍ أَصْلُهَا ثَابِتٌ وَفَرْعُهَا فِي السَّمَاءِ تُؤْتِي أُكُلَهَا كُلَّ حِينٍ» «قرآن»:** ئاللاھنىڭ مۇنداق بىر تەمسىل كۆرسەتكەن- لىكىنى كۆرمىدىڭمۇ؟ كەلىمە تەييىبە (يەنى ياخشى سۆز ئىمان كەلىمىسى) يىلتىزى يەرنىڭ ئاستىدا بولغان، شېخى ئاسمانغا تاقاشقان، پەرۋەردىگارىنىڭ ئىزنى بىلەن ۋاقتى – ۋاقتىدا مېۋە بېرىپ تۇرىدىغان ئېسىل دەرەخقە ئوخشايدۇ.

**«آتَى أُكُلَهُ» :** مېۋە بەردى.

**أَكْلأَ يُكْلِئُ إِكْلاءً المَكَانُ:** جاي ئوت – چۆپلۈك بولدى، ئوت – چۆپى مول بولدى.

**أَكْلَأَتِ النَّاقَةُ:** تۆگە ئوتلىدى.

**أَكْلاَنٌ:** يەل تاشما، قىچىشقاق، قوتۇر.

**أَكْلَةٌ:** بىر ۋاقلىق.

**أُكْلَةٌ:** بىر چىشلەم، بىر پارچە، بىر لوقما.

**أَكَلَةٌ:** قارنى يامان، تويماس، ئوپقان.

**أَكْلَفُ م كَلْفَاءُ ج كُلْفٌ:** سەپكۈنلۈك، سەپكۈنى بار.

**أَكَلَّ يُكِلُّ إِكْلاَلاً العَمَلُ فُلاَنًا:** خىزمەت ھارغۇزىۋەتتى، چارچىتىۋەتتى.

**أَكَلَّ البُكَاءُ بَصَرَهُ:** يىغا ئۇنىڭ كۆزىنى ئاجىزلاشتۇرىۋەتتى.

**إِكْلِيلٌ ج أَكَالِيلُ:** تاج؛ تىرناقنىڭ ئەتراپىدىكى گۆش؛ گۈلچەمبىرەك، گۈل ياپراقلىرى تۇپى؛ كۈن تۇتۇلغاندا قۇياش كۆرۈنىدىغان گەردىش.

**إِكْلِيلُ الزَّوَاجِ:** توي مۇراسىمىدا قىز بېشىغا كىيىدىغان گۈلچەمبىرەك.

**إِكْلِيلِيٌّ:** تاجلىق.

**اَلْعَظْمُ الإِكْلِيلِيُّ:** ماڭلاي سۆڭىكى.

**شَرْيَانٌ إِكْلِيلِيٌّ:** ئارتېرىيە، قىزىل قان تومۇرى.

**إِكْمَالٌ:** تاماملىماق، تۈگەتمەك، كامالەتكە يەتكۈزمەك، ئورۇنلىماق.

**«سَنْتْرِسِلْنِي الْجَامِعَةُ لِإِكْمَالِ دِرَاسَتِي فِي الْخَارِجِ» :** ئۇنىۋېرسىتېت مېنى بىلىم ئاشۇرۇشقا چەتكە ئەۋەتىدۇ.

**أَكَمَةٌ ج أَكَمَاتٌ و أَكَمٌ ج آكَامٌ و أُكُمٌ وَإِكَامٌ:** دۆڭ، دۆڭلۈك، تۆپىلىك.

**وَرَاءَ الأَكَمَةِ مَاوَرَاءَهَا :** بۇ يەردە ئويۇن بار (گۇمانلىق ئىش ياكى سۇيىقەست).

**«قَدْأَيْقَنْتُأَنَّ مَاوَرَاءَ الأَكَمَةِمَاوَرَاءَهَا» :** بۇنىڭدا ئويۇن بارلىقىغا تامامەن ئىشەندىم.

**أَكْمَدَ يُكْمِدُ إِكْمَادًا الْعُضْوَ:** ئەزاغا قىزىق لاتا بىلەن ئىسسىق ئۆتكۈزدى.

**أَكْمَدَ الْهَمُّ فُلاَنًا :** ھەسرەت چەكتۈردى، ئېچىندۇردى، ئازابلىدى.

**إِكْمَدَّ يَكْمَدُّ إِكْمِدَادًا:** ئۆڭدى، رەڭگى ئۆچتى، رەڭگى ئۆزگەردى.

**أَكْمَلَ يُكْمِلُ إِكْمَالاً الشَّيْءَ:** تاماملىدى، ئورۇنلىدى، تۈگەتتى، مۇكەممەللەشتۈردى.

**«اَلْيَوْمَ أَكْمَلْتُ لَكُمْ دِينَكُمْ» «قرآن» :** بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم.

**أَكْمَلُ:** ئەڭ تولۇق، ئەڭ مۇكەممەل.

**«حَضَرَ الأَنْصَارُ بِأَكْمَلِهِمْ» :** ياردەمچىلەر تولۇق ھازىر بولدى.

**بِأَكْمَلِهِ:** تولۇقى بىلەن، تولۇق رەۋىشتە، تامامەن، ئەلتۆكۈس.

**«أَدَّاهُ عَلَى أَكْمَلِ وَجْهٍ» :** ئۇ تولۇق ئادا قىلدى.

**«عَمَّ الْبَرْدُ الْبِلاَدَ بِأَكْمَلِهَا» :** سوغۇق پۈتۈن مەملىكەت بويىچە بولدى.

**أَكَمَّ يُكِمُّ إِكْمَامًا الْقَمِيصَ:** كۆڭلەككە يەڭ ئورناتتى.

**أَكَمَّتِ النَّخْلَةُ:** خورما بوغۇن چىقاردى.

**أَكْمَنَ يُكْمِنُ إِكْمَانًا الشَّيْءَ:** يوشۇردى.

**أَكْمَهُ ج كَمْهَاءُ ج كُمْهٌ:** تۇغما كور، ئەما.

**كَلاًّ أَكْمَهٌ:** كۆز يەتمەس ئۇتلاق.

**«وَتُبْرِئُ الْأَكْمَهَ وَالْأَبْرَصَ بِإِذْنِي» «قرآن»:** مېنىڭ ئىزنىم بىلەن تۇغما كورنى، بەرەس كېسىلىنى ساقايتاتتىڭ.

**أَكْنَةٌ ج أُكَنٌ:** قۇش ئۇۋىسى.

**أَكْنَفَ يُكْنِفُ إِكْنَافًا الرَّجُلَ:** ياردەم قىلدى، ياردەم بەردى.

**أَكَنَّ يُكِنُّ إِكْنَانًا الشَّيْءَ:** يوشۇردى، مەخپىي تۇتتى.

**«هُوَ لاَ يُكِنُّ لَكَ خَيْرًا»:** ئۇ ساڭا ياخشىلىق قىلىش ياشقىنى كۆڭلىگە پۈكمەيدۇ.

**«وَإِنَّ رَبَّكَ لَيَعْلَمُ مَا تُكِنُّ صُدُورُهُمْ وَمَا يُعْلِنُونَ» «قرآن»:** پەرۋەردىگارىڭ ئۇلارنىڭ دىللىرىدا يوشۇرغانلىرىنى ۋە ئاشكارا قىلغانلىرىنى شەك ـ شۈبھىسىز بىلىدۇ.

**«وَلاَجُنَاحَ عَلَيْكُمْ فِيمَا عَرَّضْتُم بِهِ مِنْ خِطْبَةِ النِّسَاءِ أَوْ أَكْنَنْتُم فِي أَنْفُسِكُمْ» «قرآن»:** ئىددىتى توشمىغان ئاياللارغا ئۇلارنى ئالىدىغانلىقىڭلارنى پۇرىتىپ ئۇقتۇرۇشىڭلار ياكى بۇنى دىلىڭلاردا يوشۇرۇن تۇتساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.

**أَكْنَى يُكْنِي إِكْنَاءً:** لەقەم قويدى، باشقا ئىسىم بىلەن ئاتىدى.

**أَكْوَعُ م كَوْعَاءُ ج كُوْعٌ:** جەينىكى چوڭ، مايماق جەينەك.

**أَكُولٌ:** قارنى يامان، كۆزى ئاچ، چوڭ يەپ چوڭ ئىچكۈچى.

**أَكُولَةٌ ج أَكَائِلُ:** مەخسۇس سەمرىتىپ ئۆلتۈرۈپ يېيىش ئۈچۈن بېقىلىدىغان ھايۋان، بورداق مال.

**أَكْوَمُ م كَوْمَاءُ ج كُومٌ:** لوككىسى چوڭ تۆگە.

**أَكِيدٌ:** ئېنىق، مۇھەققەق.

**«هَذَا أَمْرٌ أَكِيدٌ»:** بۇ بولسا ئېنىق بىر ئىش.

**«إِنَّهُ قَادِمٌ أَكِيدًا»:** ئۇ جەزمەن كېلىدۇ.

**أَكْيَسُ م كِيسَى وكُوسَى ج كِيسٌ:** ئەڭ چېچەن، ئەڭ زېرەك، ئەڭ ياخشى.

**أَكِيلٌ:** قارنى يامان، تويماس، كۆزى ئاچ.

**أَلاَ:** ئەجەبا... ئەمەسمۇ؟... مۇ، قايتۇرما سوراقنى كۈچەيتىش رولىنى ئوينايدۇ، ئۆتۈنۈش مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ.

**«أَلاَ تَتَفَضَّلُ بِقَبُولِ دَعْوَتِنَا»:** تەكلىپىمىزنى قوبۇل قىلىسىڭىز كەن.

**«أَلاَ تَتَوَحَّدُونَ لِمُقَابَلَةِ عَدُوِّكُمْ»:** دۈشمىنىڭلارغا تاقابىل تۇرۇش ئۈچۈن بىرلەشمەمسىلەر.

**«أَلاَ إِنَّ أَوْلِيَاءَ اللهِ لاَخَوْفٌ عَلَيْهِمْ وَلاَ هُمْ يَحْزَنُونَ» «قرآن»:** راستىنلا ئاللاھنىڭ دوستلىرىغا (ئاخىرەتتە ئاللاھنىڭ ئازابىدىن) قورقۇش، (دۇنيا قولدىن كەتكۈزۈپ قويغانلىغا) قايغۇرۇش يوقتۇر.

**«أَلاَ تَكُفُّ عَنِ الْإِسَاءَةِ إِلَى أَهْلِكَ؟»:** سەن ئۆز ئائىلەڭلەردىكىلەرگە يامانلىق قىلىشتىن توسالمامسەن.

**أَلاَ يَأْلُو أَلْوًا و أُلُوًّا وأَلِيًّا:** بوشاڭلىق قىلدى، بىپەرۋالىق قىلدى، ھورۇنلۇق قىلدى.

**«لاَ آلُوكَ نُصْحًا وَإِرْشَادًا»:** سەندىن نەسىھەت ۋە كۆرسەتمىلەرنى ئايىمايمەن.

**«لاَ يَأْلُو خَيْرًا»:** ئۇ ياخشىلىق قىلىشقا سەل قارىمايدۇ.

**«لاَ يَأْلُو جُهْدًا»:** ئۇ تىرىشچانلىقنى ئايىمايدۇ.

**أَلاَحَ يُلِيحُ إِلاَحَةً الشَّيْءُ:** ئايان بولدى، روشەن كۆرۈندى، كۆز ئالدىدا گەۋدىلەندى، ئاشكارا بولدى.

**أَلاَحَ الْبَرْقُ:** چاقماق چاقتى.

**أَلاَحَ النَّجْمُ:** يۇلتۇز پارلىدى.

**أَلاَحَ الْفَجْرُ وَالنَّهَارُ:** تاڭ ئاتتى، تاڭ يورىدى.

**أَلاَحَ الشَّخْصُ بِثَوْبِهِ:** باشقىلار يىراقتىن ئۇنى كۆرسۇن دەپ كىيىمىنى پۇلاڭلاتتى.

**أَلاَحَ بِسَيْفِهِ أَوْعَصَاهُ:** قىلىچى ياكى ھاسىسىنى پۇلاڭلاتتى.

**أَلاَحَ بِيَدِهِ أَوْ بِمِنْدِيلِهِ:** قولىنى ياكى ياغلىقىنى پۇلاڭلاتتى.

**أَلاَحَ الشَّيْءَ بِالنَّارِ:** ئوتقا قاقلاپ قورۇتتى، پىشۇردى، كاۋاپ قىلدى.

**أَلاَمَ يُلِيمُ إِلاَمَةً الشَّخْصُ:** ئەيىبلىنىدىغان

ئىشنى قىلدى، مالامەت قىلمىشقا تېگىشلىك ئىشنى قىلدى.

**أَلاَمَ الشَّخْصَ:** ئەيىبلىدى، مالامەت قىلدى.

**أَلاَنَ يُلِيْنُ إِلاَنَةً الشَّيْءَ:** يۇمشاتتى، سىلىقلاتتى، نازاكەتلىك قىلدى.

**«وَأَلَنَّا لَهُ الْحَدِيْدَ» «قرآن»:** تۆمۈرنى داۋۇدقا يۇمشاق قىلىپ بەردۇق.

**أَلاَنَ الْبَطْنَ:** قورسىقىنى بوشاتتى، ئىچىنى سۈردى.

**أَلاَنَ الْمَعْدَنَ:** مەدەننى يۇمشاتتى.

**«أَلاَنَ لِلْقَوْمِ جَنَاحَهُ»:** قەۋمىگە مۇلايىم بولدى، قەۋمىگە سىلىق مۇئامىلە قىلدى.

**«أَلاَنَ مَوْقِفَهُ مِنْ خَصْمِهِ»:** ئۇ دۈشمىنىگە بولغان مەيدانىنى يۇمشاتتى.

**إِلاَهٌ. إِلَهٌ ج آلِهَةٌ:** مەبۇد، تەڭرى، خۇدا.

**«وَلاَتَدْعُ مَعَ اللَّهِ إِلَهًا آخَرَ» «قرآن»:** ئاللاھقا قوشۇپ باشقا بىر ئىلاھقا ئىبادەت قىلما.

**«لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ»:** بىر ئاللاھدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر.

**إِلَهُ الشِّعْرِ وَالْمُسِيقَى:** شېئىر، مۇزىكا ئىلاھى (قەدىمكى يۇنان ئېتىقادىدا).

**إِلَهُ الْخَصْبِ:** 7 – ئاي (بابىللارنىڭ ئېتىقادىدا).

**إِلاَهَةُ الْخَصْبِ وَ الأُمُومَةِ:** قەدىمكى مىسىرلىقلارنىڭ ئېتىقادىدىكى ئىيزىس ناملىق خۇداسى.

**إِلاَهِيٌّ:** ئىلاھىي، دىنىي؛ ئىلاھقا مەنسۇپ.

**اَلْحَقُّ الإِلاَهِيُّ:** ئىلاھىي ھوقۇق.

**اَلإِلاَهِيَّاتُ:** ئاللاھنىڭ زاتى ۋە سۈپىتىگە ئائىت نەرسىلەر.

**عِلْمُ الإِلاَهِيَّاتِ:** تېئولوگىيە، ئىلاھىيەت ئىلمى، ئىلاھشۇناسلىق.

**أَلأَمَ يُلْئِمُ إِلْئَامًا:** رەزىللىك قىلدى، پەسكەشلىك قىلدى، ئىپلاسلىق قىلدى، رەسۋالىق قىلدى.

**أَلأَمَ الشَّخْصُ:** پەسلىك قىلدى، بېخىللىق قىلدى؛ پەس بالىلارنى تۇغدى، بېخىل بالىلارنى تۇغدى.

**أَلأَمَ الشَّيْءَ:** تۈزەتتى، ساقايتتى.

**«أَلأَمَ الْمُمَرِّضُ الْجُرْحَ بِالدَّوَاءِ»:** سېستىرا يارىنى دورا بىلەن ساقايتتى.

**أَلَبَ يَأْلُبُ أَلْبًا:** يىغىلدى، توپلاندى.

**إِلْبٌ:** دۈشمەنلىشىش، ئۆچلىشىش.

**هُمْ عَلَيَّ إِلْبٌ:** ئۇلار بىرلىكتە ماڭا قارشى تۇردى.

**أَلَبَّ يُلِبُّ إِلْبَابًا الْغَرْسُ وَنَحْوُهُ:** دەرەخ مېۋىگە كىرىپ غورا بولدى، مېۋىگە كىرىپ ئۈچكە تۈگۈنى.

**أَلَبَّ الشَّخْصُ بِالْمَكَانِ:** تۇردى.

**«أَلَبَّ الْمُهَاجِرُونَ فِي ضَوَاحِي الْمَدِينَةِ»:** كۆچمەنلەر شەھەر ئەتراپىغا ئورۇنلاشتى.

**أَلْبَتَّةَ:** قەتئىي، ئەلۋەتتە، ھەرگىز.

**أَلْبَثَ يُلْبِثُ إِلْبَاثًا:** ساقلاتتى.

**«أَلْبَثَهُ عَلَى بَابِ مَكْتَبِهِ طَوِيلاً»:** ئۇ ئۇنى ئىشخانىسى ئالدىدا ئۇزۇن ساقلاتتى.

**أَلْبَسَ يُلْبِسُ إِلْبَاسًا الشَّخْصَ ثَوْبًا:** كىيدۈردى، تون كىيدۈردى.

**أَلْبَسَ الشَّيْءُ الشَّيْءَ:** ياپتى، قاپلىدى، پۈركىدى، ئورىدى، يۆگىدى.

**أَلْبَسَ عَلَيْهِ الأَمْرُ:** مۇجمەل بولۇپ قالدى، ئېنىقسىز بولۇپ قالدى.

**«أَلْبَسَ النَّبَاتُ الأَرْضَ»:** زېمىننى ئۆسۈملۈك قاپلىدى.

**أَلْبَنَ يُلْبِنُ إِلْبَانًا الْقَوْمُ:** سۈتى كۆپەيدى.

**«يُلْبِنُ الْفَلاَّحُونَ فِي الرَّبِيعِ»:** باھار پەسلىدە دېھقانلارنىڭ سۈتى كۆپ بولىدۇ.

**اِلْتَاثَ يَلْتَاثُ اِلْتِيَاثًا الشَّخْصُ بِرِدَائِهِ:** رىداسىغا يۆگىنىۋالدى، چۈمكىنىۋالدى، ئورىنىۋالدى.

**اِلْتَاثَ الأَمْرُ:** قالايمىقان بولۇپ كەتتى، مالىماتاڭ بولۇپ كەتتى، چىگىلىشىپ كەتتى، پاراكەندە بولۇپ كەتتى.

**«اِلْتَاثَ الثَّوْبُ بِالدَّمِ»:** كىيىم قان بىلەن بۇلغاندى.

**اِلْتَاعَ يَلْتَاعُ اِلْتِيَاعًا قَلْبُهُ:** سېغىنىش ياكى غەمدىن يۈرىكى كۆيدى، قەلبى ئۆرتەندى.

«اِلْتَاعَتْ لِفِرَاقِ زَوْجِهَا» : ئۇ ئېرىدىن ئايرىلغانلىقى بىلەن ئۇنىڭ قەلبى كۆرتەندى.

اِلْتِئَامٌ: زىچ بىرلەشمەك، چاپلاشماق، يېپىشماق.

اِلْتَأَمَ يَلْتَئِمُ اِلْتِئَامًا: چاپلاشتى، يېپىشتى، زىچ بىرلەشتى، تولۇقلاندى، تولدۇرۇلدى.

اِلْتَأَمَ الشَّيْءُ الْفَاسِدُ: ئوڭشالدى، تۈزەلدى.

اِلْتَأَمَ الْجُرْحُ: يارا ساقايدى، جاراھەت پۈتتى.

اِلْتَأَمَ الشَّيْئَانِ: بىر - بىرىگە ماس كەلدى، بىر - بىرىگە ئۇيغۇن كەلدى، بىر - بىرىگە لايىق كەلدى.

اِلْتَأَمَ الْمَجْلِسُ: ئېچىلدى، يىغىن ئېچىلدى.

اِلْتَأَمَ الْقَوْمُ: جەم بولدى، توپلاندى.

اِلْتَأَمَ الثُّوَّارُ: قوزغىلاڭچىلار توپلاندى.

«لَقَدْ الْتَأَمَ جُرْحُهُ أَخِيرًا» : ئۇنىڭ يارىسى ئاخىر ساقايدى.

«لَمْ يَلْتَئِمْ جُرْحُ رِجْلِهِ» : ئۇنىڭ پۇتىنىڭ جاراھىتى ساقايمىدى.

اِلْتِبَاسٌ: تۇتۇق، ئېنىقسىز، خۇنۇك، مۇجمەل، غۇۋا، خىرە.

اِلْتَبَدَ يَلْتَبِدُ اِلْتِبَادًا الشَّعْرُ وَالصُّوفُ: يۇڭ چىگىلمىشىپ كەتتى، چىرمىشىپ كەتتى.

اِلْتَبَدَ الشَّجَرُ: دەرەخنىڭ ياپرىقى كۆپ بولدى.

اِلْتَبَسَ يَلْتَبِسُ اِلْتِبَاسًا الشَّيْءُ بِالشَّيْءِ: ئارىلاشتى، ئارىلىشىپ كەتتى، قوشۇلۇپ كەتتى، چىگىشلەشتى.

اِلْتَبَسَ عَلَيْهِ الْأَمْرُ: ئۇنىڭغا مۇجمەل بولۇپ قالدى، چىگىش بولۇپ قالدى.

«اِلْتَبَسَ عَلَيْهِ الْحَقُّ بِالْبَاطِلِ» : ھەق - ناھەق ئارىلىشىپ كەتتى.

اِلْتَبَسَ الْكَلَامُ: قاراڭغۇلاشتى، قاراڭغۇلىشىپ كەتتى.

اُلْتُبِسَ بِهِ: ئېلىشىپ قالدى، ئەقلىدىن ئازدى.

اِلْتَبَكَ يَلْتَبِكُ اِلْتِبَاكًا الْأَمْرُ: قالايمىقان بولۇپ كەتتى، پاراكەندە بولۇپ كەتتى، ئارىلىشىپ كەتتى، چىچىلىپ كەتتى، ئېنىقسىز بولۇپ كەتتى.

«اِلْتَبَكَتْ عَلَيْهِ السُّبُلُ» : يوللار ئۇنىڭغا ئېنىقسىز بولۇپ قالدى.

اِلْتَبَنَ يَلْتَبِنُ اِلْتِبَانًا: سۈت ئەمدى.

«اِلْتَبَنَ الرَّضِيعُ مِنْ ثَدْيِ أُمِّهِ» : بوۋاق ئانىسىنىڭ ئەمچىكىنى ئەمدى.

اِلْتَتَمَ يَلْتَتِمُ اِلْتِتَامًا الرَّجُلُ: داللا قىلدى، توسۇۋالدى، ئورىۋالدى، شارپا بىلەن يۈزىنى يۆگىۋالدى.

اِلْتِجَاءٌ: ئىلتىجا قىلماق، سىغىنماق، پاناھ تىلىمەك.

اِلْتَجَأَ يَلْتَجِئُ اِلْتِجَاءً إِلَى الْحِصْنِ أَوْ غَيْرِهِ: پاناھلاندى، يوشۇرۇندى، ئۆزىنى دالدىغا ئالدى، مۆكتى.

اِلْتَجَأَ الشَّخْصُ إِلَى الْمَكَانِ: پاناھلاندى، مۆكتى، يوشۇرۇندى، ئۆزىنى دالدىغا ئالدى.

اِلْتَجَأَ الشَّخْصُ إِلَيْهِ: تايانىدى، يۆلەندى، ئىلتىجا قىلدى.

«اِلْتَجَأَتْ إِلَى جَارَتِهَا لِكَيْ تُسَاعِدَهَا» : ئۇ ياردەم بېرىشنى تىلەپ قوشنىسىغا ئىلتىجا قىلدى.

اِلْتَجَّ يَلْتَجُّ اِلْتِجَاجًا الْبَحْرُ: دېڭىز دولقۇنلىدى، مەۋج ئۇردى، ئۆركەشلىدى.

اِلْتَجَّتِ الْأَصْوَاتُ: ئاۋاز قالايمىقانلىشىپ كەتتى.

اِلْتَجَمَ يَلْتَجِمُ اِلْتِجَامًا الْحِصَانَ: ئاتنى يۈگەنلەدى، نوقتىلىدى.

اِلْتِحَامٌ: چاپلاشماق، يېپىشماق.

اِلْتَحَدَ يَلْتَحِدُ اِلْتِحَادًا عَنِ الدِّينِ: كاپىر بولدى، دىندىن چىقتى، مۇرتەد بولدى، ئاسىيلىق قىلدى.

اِلْتَحَدَ الشَّخْصُ إِلَيْهِ: ئاغدى، مايىل بولدى، بۇرالدى، تايانىدى، يۆلەندى.

اِلْتَحَدَ فِي الدِّينِ: ئاسىيلىق قىلدى، دىندىن يۈز ئۆرىدى.

اِلْتَحَدَ السَّهْمُ عَنِ الْهَدَفِ: ئوق نىشانغا تەگمەدى، نىشاندىن چەتنەپ كەتتى.

اِلْتَحَدَ إِلَى الشَّيْءِ: مايىل بولدى، يان باستى.

اِلْتَحَقَ يَلْتَحِقُ اِلْتِحَاقًا الشَّخْصَ: يۆگىنىۋالدى، يېپىنىۋالدى.

«اِلْتَحَقَتِ الْمَرْأَةُ عِنْدَ خُرُوجِهَا مِنَ الْبَيْتِ» : ئايال ئۆيىدىن چىققان چاغدا يۆگىنىۋالدى.

**اِلْتَحَقَ يَلْتَحِقُ اِلْتِحَاقًا بِهِ:** يېتىشىۋالدى، قوشۇلدى، كىردى، ئىشتىراك قىلدى، ئۇلگۇردى.

**«اِلْتَحَقَ الْمُسَافِرُ بِالْقِطَارِ»:** يولۇچى پويىزغا ئۇلگۇردى.

**«اِلْتَحَقَ بِكُلِّيَّةِ الطِّبِّ»:** ئۇ تىببىي فاكۇلتېتقا كىردى.

**اِلْتَحَقَتْ أَخْبَارُ الْعَائِلَةِ:** ئائىلىنىڭ خەۋەرلىرى ئۈزۈلمەي كېلىپ تۇردى.

**«اِلْتَحَقَتْ بِهِ الْمَصَائِبُ»:** ئۇنىڭغا مۇسىبەت يەتتى.

**اِلْتَحَقَتْهُ الْخَسَارَةُ:** زىيان تارتتى، زىيانغا ئۇچرىدى.

**اِلْتَحَمَ يَلْتَحِمُ اِلْتِحَامًا الْجُرْحُ:** يارا ساقايدى، پۈتتى.

**اِلْتَحَمَ الْحَرْبُ:** ئۇرۇش كۈچەيدى.

**اِلْتَحَمَ الْجَيْشَانِ:** ئىككى قوشۇن گىرەلىشىپ كەتتى.

**اِلْتَحَمَ الْمُوَاطِنُونَ:** ۋەتەنداشلار بىرلەشتى، ئىتتىپاقلاشتى.

**اِلْتَحَى يَلْتَحِي اِلْتِحَاءً الشَّابُّ:** يىگىت ساقال قويۇۋالدى.

**اِلْتَخَى يَلْتَخِي اِلْتِخَاءً الشَّخْصُ:** بۇرنى ياكى ئاغزىغا دورا تېمىتتى.

**«اِلْتَخَتْ وِقَايَةً مِنَ الزُّكَامِ»:** ئۇ زۇكامدىن ساقلىنىش ئۈچۈن بۇرنىغا دورا تېمىتتى.

**اِلْتَذَّ يَلْتَذُّ اِلْتِذَاذًا الشَّيْءَ وَبِهِ:** تەمىنى تېتىدى، ھۇزۇرلاندى، لەززەتلەندى، لەززەتلىك ھېس قىلدى، مەززە قىلدى.

**اِلْتَذَذْتُ بِالْعَشَاءِ:** كەچلىك تاماق بىلەن مەززە قىلدىم.

**«تَلْتَذُّ بِحَدِيثِ اِبْنِهَا»:** ئۇ ئوغلىنىڭ سۆزى بىلەن ھۇزۇرلىنىدۇ.

**اِلْتَذَعَ يَلْتَذِعُ اِلْتِذَاعًا الشَّخْصُ:** كۆيدۈرۈپ ئاغرىدى.

**اِلْتَذَعَ الْجُرْحُ:** جاراھەت ئېچىشىپ ئاغرىدى.

**اِلْتِزَامٌ:** ئىلاجىسىز، ئامالسىز، نائىلاج، مەجبۇرىي، زورمۇ زور مەسئۇلىيەتنى ئۈستىگە ئالماق، ئۆز ئۈستىگە ۋەزىپە يۈكلىمەك.

**وَفَّى بِالْتِزَامِهِ:** ئۇ ئۆز مەجبۇرىيىتىنى ئادا قىلدى.

**اِلْتِزَامُ الْأَدِيبِ:** ئەدىبنىڭ مەسئۇلىيىتى.

**اِلْتِزَامًا:** ھۆددە قىلىپ، ھۆددىگە ئېلىپ، كۆتۈرىگە ئېلىپ.

**«أَخَذَتْ عَلَى نَفْسِهَا اِلْتِزَامًا كِتَابِيًّا»:** ئۇ يازما مەسئۇلىيەتنى ئۈستىگە ئالدى.

**اِلْتِزَامَاتٌ:** ۋەزىپە، بۇرچ، مەجبۇرىيەت، تېگىشلىك ئىش، تەنھا ئىگىلىۋالماق، مەخسۇس پايدىلىنىش ھوقۇقى، ھۆددىگە ئالماق.

**اِلْتَزَّ يَلْتَزُّ اِلْتِزَازًا بِهِ:** يېپىشتۇرۇلدى، چاپلاشتۇرۇلدى.

**اِلْتَزَقَ يَلْتَزِقُ اِلْتِزَاقًا بِالشَّيْءِ:** چاپلىشىپ قالدى.

**اِلْتَزَمَ يَلْتَزِمُ اِلْتِزَامًا الشَّخْصُ الْأَمْرَ أَوْ بِالْأَمْرِ:** مەجبۇر بولدى، چەكلىمىگە ئۇچرىدى، ئۈستىگە ئالدى.

**اِلْتَزَمَ بِنَاءَ مَسْجِدٍ فِي حَيِّهِ:** ئۇ ئۆز رايونىدا مەسچىت سېلىشنى ئۈستىگە ئالدى.

**اِلْتَزَمَ الْعَمَلَ وَالتِّجَارَةَ:** ئەمگەك ۋە تىجارەتنى ئۈستىگە ئالدى.

**«اِلْتَزَمَ بِدَفْعِ مَبْلَغٍ مِنَ الْمَالِ كُلَّ شَهْرٍ لِلْفُقَرَاءِ»:** ئۇ كەمبەغەللەرگە ئېيىغا مۇئەييەن مىقداردا پۇل - مال بېرىشنى ئۈستىگە ئالدى.

**اِلْتَزَمَ الْكِتْمَانَ:** مەخپىيەتلىكنى ساقلىدى.

**«حَانَ لَنَا أَنْ نَلْتَزِمَ بِمَا نُصْدِرُهُ مِنْ قَرَارَاتٍ»:** بىز چىقارغان قارارلىرىمىزغا ئەمەل قىلىدىغان ۋاقىت يېتىپ كەلدى.

**اِلْتَصَقَ يَلْتَصِقُ اِلْتِصَاقًا الشَّيْءُ بِالشَّيْءِ:** يېپىشتى، چاپلاشتى.

**اِلْتَصَقَ بِالشَّيْءِ:** تۇتاشتى، چاپلاشتى، يېپىشتى، بىرىكتى، ئۇيۇشتى، بىرلەشتى.

**اِلْتَصَقَ الشَّخْصُ بِهِ:** يېپىشتى.

**«اِلْتَصَقَتْ أَجْزَاءُ الطَّاوِلَةِ بِبَعْضِهَا»:** ئۈستەلنىڭ بۆلەكلىرى بىر - بىرىگە تۇتاشتى.

**«يَلْتَصِقُ الصَّبِيُّ بِأُمِّهِ»:** بالا ئاپىسىغا چاپلىشىۋالىدۇ.

**اِلْتَطَعَ يَلْتَطِعُ اِلْتِطَاعًا:** يالىدى.

**اِلْتَطَمَ يَلْتَطِمُ اِلْتِطَامًا الْأَمْوَاجُ:** دولقۇنلار گىرە-لىشىپ كەتتى.

**«اِلْتَطَمَ التَّلَامِيذُ فِي سَاحَةِ الْمَدْرَسَةِ»:** مەكتەپ مەيدانىدا ئوقۇغۇچىلار ئۇرۇشتى.

**اِلْتَطَمُوا:** بىر - بىرىنى كاچاتلىدى.

**اِلْتَظَى يَلْتَظِي اِلْتِظَاءً النَّارُ:** ئوت لاۋۇلدىدى، قاتتىق قىزىپ كەتتى.

**اِلْتَعَجَ يَلْتَعِجُ اِلْتِعَاجًا:** بېشىغا كەلگەن غەمدىن بىئارام بولدى.

**اِلْتِفَاتٌ:** بۇرۇلۇپ قارىماق، ئەتراپقا نەزەر سالماق، ئۇيان - بۇيان قارىماق؛ دىققەت قىلماق، قارى-ماق، ھالىدىن خەۋەر ئالماق، كۆتمەك، باقماق، غەمخورلۇق قىلماق.

**عَدَمُ الْإِلْتِفَاتِ:** كۆڭۈل بۆلمەسلىك، كارى بولماسلىق، بىپەرۋالىق، دىققەتسىزلىك، بىخەستەلىك قىلماق.

**بِلَا اِلْتِفَاتٍ:** كۆڭۈل بۆلمەي، دىققەت قىلماي، پەخەس بولماي.

**«نَظَرَ إِلَيْهِ بِعَيْنِ الْإِلْتِفَاتِ»:** ئۇنىڭغا ئىلتە-پات كۆزى بىلەن قارىدى.

**بِلَا اِلْتِفَاتٍ إِلَى:** ... غا قارىماستىن، مەيلى ... بولسۇن... بىلەنمۇ... بولسى-مۇ... دىن قەتئىينەزەر.

**أَمْرٌ جَدِيرٌ بِالْإِلْتِفَاتِ:** كۆڭۈل بۆلۈشكە ئەرزىيدى-غان ئىش.

**اِلْتِفَاتَةٌ ج اِلْتِفَاتَاتٌ:** بۇرۇلۇپ قاراش، كۆزنىڭ قۇيرۇقىدا قاراش، بىر قاراش، بىرنەزەر تاشلاش.

**اِلْتِفَاتَةٌ كَرِيمَةٌ مِنْ جَلَالَةِ الْمَلِكِ:** پادىشاھ ئالىي-لىرىنىڭ قىممەتلىك غەمخورلۇقى.

**أَعَارَهُ اِلْتِفَاتَةً:** ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلۈش يۈزىسى-دىن ئارىيەت بەردى.

**اِلْتِفَافٌ:** ئورىۋالماق، يۆگىۋالماق.

**اِلْتَفَتَ يَلْتَفِتُ اِلْتِفَاتًا الشَّخْصُ:** بۇرۇلۇپ قارى-دى، ئوڭ - سولغا قارىدى.

**«فَاسْرِ بِأَهْلِكَ بِقِطْعٍ مِنَ اللَّيْلِ وَلَا يَلْتَفِتْ مِنْكُمْ أَحَدٌ» «قۇرئان»:** ئائىلەڭدىكىلەرنى ئېلىپ كېچىنىڭ ئاخىرىدا (ئۇلارنىڭ ئىچى-دىن) چىقىپ كەتكىن، سىلەردىن ھېچ كىشى ئارقىسىغا قارىمىسۇن.

**«اِلْتَفِتْ قَبْلَ أَنْ تَجْتَازَ الطَّرِيقَ»:** يولدىن ئۆتۈشتىن بۇرۇن ئوڭ - سول تەرىپىڭگە قارا!

**«اِلْتَفَتَ الْوَزِيرُ إِلَى تَحْسِينِ الْوَضْعِ الصِّحِّيِّ فِي الْمُسْتَشْفَيَاتِ»:** مىنىستىر دوختۇرخانىلار-دىكى ساقلىقنى ساقلاش شارائىتىنى ياخشىلاش-قا كۆڭۈل بۆلدى.

**«أَسَاءَ إِلَيْهِ فَالْتَفَتَ عَنْهُ»:** ئۇ ئۇنىڭغا يامان-لىق قىلغۇدى، ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرىدى.

**«اِلْتَفَتَ يَمْنَةً و يَسْرَةً»:** ئەتراپىغا نەزەر تاشلىدى، ئۇيان - بۇيان قارىدى، ئوڭ - سولغا قارىدى.

**اِلْتَفَتَ إِلَى كَذَا:** دىققەت قىلدى، كۆڭۈل بۆلدى؛ قارىدى، ھالىدىن خەۋەر ئالدى، كۆتتى، باقتى، باشقۇردى، غەمخورلۇق قىلدى، كۆيۈندى.

**«اِلْتَفَتَ الشَّخْصُ إِلَى الشَّيْءِ»:** كۆڭۈل بۆلدى.

**اِلْتَفَتَ الشَّخْصُ عَنْهُ:** ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرىدى.

**اِلْتَفَعَ يَلْتَفِعُ اِلْتِفَاعًا الْأَرْضُ:** مايسا تەكشى بولدى.

**اِلْتَفَّ يَلْتَفُّ اِلْتِفَافًا الشَّيْءُ:** قويۇق بولدى، غوجىمەك بولۇۋالدى، توپ بولۇۋالدى.

**«اِلْتَفَّ الشَّجَرُ بِالْحَدِيقَةِ»:** باغدىكى دەرەخ بۈك - باراقسان بولۇپ كەتتى.

**اِلْتَفَّ الشَّخْصُ بِثَوْبِهِ:** شەخس كىيىمگە يۆگىنى-ۋالدى، ئورىنىۋالدى.

**اِلْتَفَّ بِعَبَائِهِ:** تونىغا يۆگىنىۋالدى.

**اِلْتَفَّ حَوْلَهُ الْقَوْمُ:** قوللاپ - قۇۋۋەتلىدى، مەدەت-كار بولدى، مەدەت قىلدى، ياردەم بەردى.

**«اِلْتَفَّ حَوْلَهُ أَتْبَاعُهُ فِي الْإِنْتِخَابَاتِ»:** سايلامدا ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى ئۇنى قوللاپ - قۇۋۋەت-لىدى.

**اِلْتَفَّ عَلَيْهِ الْقَوْمُ:** ئەتراپىغا يىغىلدى، ئەتراپىغا ئولاشتى، ئەتراپىغا توپلاندى.

**اِلْتِقَاءٌ:** ئۇچراشماق.

**اِلْتِقَاطٌ:** تېرىۋالماق، يىغىۋالماق.

**اِلْتِقَاطُ صُورَةٍ جَمَاعِيَّةٍ:** كوللېكتىپ رەسىمگە تارتىش.

**إِلْتِقَامْ:** يۇتماق، يېمەك.

**إِلْتَقَحَ يَلْتَقِحُ إِلْتِقَاحًا الأُنْثَى:** چىشى هايۋان بوغاز بولدى، ئۇرۇقلاندى.

**إِلْتَقَطَ يَلْتَقِطُ إِلْتِقَاطًا:** يەردىن تېرىۋالدى، تويلىدى، جۇغلىدى.

**«يَلْتَقِطْهُ بَعْضُ السَّيَّارَةِ» «قرآن»:** ئۇنى يولدىن ئۆتكەن كارۋان ئېلىۋالسۇن.

**«فَالْتَقَطَهُ آلُ فِرْعَوْنَ لِيَكُونَ لَهُمْ عَدُوًّا وَحَزَنًا» «قرآن»:** پىرئەۋننىڭ ئائىلىسىدىكىلەر مۇسانى ئاقىۋەت ئۇزلىرىگە دۈشمەن ۋە خاپىلىق (نىلىڭ مەنبەسى) قىلىش ئۈچۈن (نىل دەرياسىدىن) سۈزۈۋالدى.

**«إِلْتَقَطَ الدِّيكُ الْحَبَّ»:** خوراز دان تېرىپ يېدى.

**إِلْتَقَطَ الزَّيْتُونَ:** زەيتۇننى يىغدى.

**إِلْتَقَطَ الإِذَاعَةَ:** رادىئو ئاڭلىدى.

**إِلْتَقَطَ الصُّورَةَ:** سۈرەت تارتتى، رەسىم تارتتى.

**«إِلْتَقَطَ لَهَا صُورَةً جَمِيلَةً»:** ئۇ ئۇنىڭغا چىرايلىق بىر سۈرەت تارتىپ بەردى.

**«لَمْ تُتَحْ لَهُ فُرْصَةٌ لِيَلْتَقِطَ أَنْفَاسَهُ»:** ئۇنىڭغا تىنىغۇدەك پۇرسەت بولمىدى.

**إِلْتَقَفَ يَلْتَقِفُ إِلْتِقَافًا الشَّيْءَ:** قولىغا ئالدى، تۇتتى، تۇتىۋالدى، تېز تۇتىۋالدى.

**«يَلْتَقِفُونَ كُرَةَ السَّلَّةِ»:** ئۇلار ۋاسكىتبولنى تۇتىۋالماقتا.

**إِلْتَقَمَ يَلْتَقِمُ إِلْتِقَامًا:** يۇتتى.

**«فَالْتَقَمَهُ الْحُوتُ وَهُوَ مُلِيمٌ» «قرآن»:** ئۇنى چوڭ بىر بېلىق يۇتىۋەتتى، ئۇ ئەيىبلىنىشكە تېگىشلىك ئىدى.

**إِلْتَقَمَ الشَّخْصُ الطَّعَامَ:** تاماقنى يۇتتى.

**إِلْتَقَمَ أُذُنَهُ:** كۇسۇلداشتى، پىچىرلاشتى، قۇلىقىغا گەپ قىلدى.

**إِلْتَقَى يَلْتَقِي إِلْتِقَاءً:** يولۇقۇپ قالدى، ئۇچرىشىپ قالدى، كۆرۈشتى، ماس كەلدى، يىغىلدى، توپلاندى.

**إِلْتَقَى الْحَبِيبَانِ:** ئىككى دوست ئۇچراشتى.

**«مَرَجَ الْبَحْرَيْنِ يَلْتَقِيَانِ بَيْنَهُمَا بَرْزَخٌ لاَ يَبْغِيَانِ» «قرآن»:** ئۇ ئىككى دېڭىزنى ئاققۇزدى، ئۇلار ئۇچرىشىدۇ، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا توسما بولۇپ بىر ـ بىرىگە قوشۇلۇپ كەتمەيدۇ.

**إِلْتَقَى الْجَيْشَانِ:** ئىككى قوشۇن توقۇنۇشۇپ قالدى، ئۇرۇشۇپ گىرەلىشىپ كەتتى.

**إِلْتَقَى الشَّيْئَانِ:** ئۇچراشتى، روبىرو بولۇشتى، جەم بولدى.

**إِلْتَكَّ يَلْتَكُّ إِلْتِكَاكًا الْعَسْكَرُ:** ئەسكەر زىچ توپلاندى، گىرەلىشىپ كەتتى، قىستا ـ قىستاڭ بولۇپ كەتتى.

**إِلْتَكَّ الشَّخْصُ فِي كَلاَمِهِ:** سۆزىدە خاتالاشتى.

**إِلْتِمَاسٌ:** تەلەپ قىلماق، ئىلتىماس قىلماق.

**إِلْتَمَحَ يَلْتَمِحُ إِلْتِمَاحًا الشَّيْءَ:** نەزەر تاشلىدى، قاراپ قويدى.

**إِلْتَمَسَ يَلْتَمِسُ إِلْتِمَاسًا الشَّخْصُ الشَّيْءَ مِنْ:** ئىلتىماس قىلدى، ئۆتۈندى، ئۆتۈنۈپ سورىدى، مۇراجىئەت قىلدى، تەلەپ قىلدى، تىلىدى.

**«قِيلَ ارْجِعُوا وَرَاءَكُمْ فَالْتَمِسُوا نُورًا» «قرآن»:** ئۇلارغا (مەسخىرە يۈزىسىدىن): «ئارقاڭلارغا قايتىپ نۇر تىلەڭلار» دېيىلىدۇ.

**«تَلْتَمِسُ مِنْهَا مُسَاعَدَةً»:** ئۇ ئۇنىڭدىن ياردەم بېرىشنى ئۆتۈندى.

**إِلْتَمَسَ مِنْهُ عَمَلاً:** ئۇنىڭدىن خىزمەت تەلەپ قىلدى.

**إِلْتَمَسَ لَهُ عُذْرًا:** ئۆزرە ئېيىتتى.

**إِلْتَمَعَ يَلْتَمِعُ إِلْتِمَاعًا الْبَرْقُ:** چاقماق يورىدى، چاقماق ۋالىلدىدى.

**إِلْتَمَعَ الشَّخْصُ الشَّيْءَ:** ئوغرىلىقچە ئېلىۋالدى.

**«إِلْتَمَعَ لَوْنُهَا خَوْفًا»:** ئۇ قورقۇنچتىن تاتىرىپ كەتتى.

**إِلْتَمَّ يَلْتَمُّ إِلْتِمَامًا فُلاَنًا:** زىيارەت قىلدى، يوقلىدى.

**إِلْتِهَابٌ:** كۆيمەك، يانماق، قىزىپ كەتمەك، بىردىنلا ئوت ئېلىپ كەتمەك، ياللۇغلانماق، شەلۋەرىمەك.

**إِلْتِهَابُ الْعَيْنِ:** كۆز ياللۇغى.

**إِلْتِهَابُ الأُذُنِ:** قولاق ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ الْمَفَاصِلِ: بوغۇم ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ الْبِلْيُورَا: كۆكرەك پەردە ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ الْجُفُونِ: كۆز قاپىقى ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ الرِّئَةِ: ئۆپكە ياللۇغى، زاتىل.

اِلْتِهَابُ الزَّائِدَةِ الدُّودِيَّةِ: سوقۇرئۈچەي ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ الْكِلَى: بۆرەك ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ الْأَدَمَةِ: تېرە ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ بِطَانَةِ الْقَلْبِ: يۈرەك ئىچكى پەردە ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ التَّأْمُورِ: يۈرەك قېپى ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ الشُّعَبِ: كانايچە ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ اللَّوْزَتَيْنِ: ئانگىنا، بادامسىمان بەز ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ الْمَعِدَةِ: ئاشقازان ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ اللَّوْزَتَيْنِ التَّقَيُّحِيُّ: يىرىڭلىق بادام بەز ياللۇغى.

اِلْتِهَابُ الْكَبِدِ الْمُزْمِنُ: ئاستا خاراكتېرلىك جىگەر ياللۇغى.

قَابِلُ الْاِلْتِهَابِ: ئوت ئالىدىغان، يانىدىغان.

سَرِيعُ الْاِلْتِهَابِ: ئاسان ئوت ئالىدىغان، تېز يانىدىغان.

اِلْتِهَابِيٌّ: ياللۇغلىنىشچانلىق، ئاسان ياللۇغلىنىدىغان.

اِلْتَهَبَ يَلْتَهِبُ اِلْتِهَابًا النَّارُ: ئوت ياندى، كۆيدى، لاۋۇلدىدى، يالقۇنلىدى.

اِلْتَهَبَ غَيْظًا: قاتتىق ئاچچىقلاندى، چىچاڭشىپ كەتتى.

اِلْتَهَبَتِ الْأُذُنُ: قۇلاق ياللۇغلاندى.

اِلْتَهَبَ عَطَشًا: قاتتىق ئۇسسىدى، چاڭقاپ كەتتى.

فُلَانٌ يَلْتَهِبُ جُوعًا: پالانىنىڭ قورسىقى بەك ئېچىپ كەتتى.

اِلْتَهَمَ يَلْتَهِمُ اِلْتِهَامًا الشَّيْءَ: بىر يولىلا يۇتىۋەتتى، يالماپلا يۇتىۋەتتى.

«يَلْتَهِمُ الْجَوْعَانُ الطَّعَامَ اِلْتِهَامًا»: ئاچ ئادەم تاماقنى يالماپ يۇتىدۇ.

اِلْتَهَى يَلْتَهِي اِلْتِهَاءً بِكَذَا: كۆڭۈل ئاچتى، تاماشا قىلدى، ئوينىدى، ئىچ پۇشۇقىنى چىقاردى.

اِلْتَهَى عَنْ كَذَا: دىققىتى بۆلۈندى، دىققىتى باشقا ياققا بۇرالدى.

اِلْتِوَاءٌ: ئەگرى، ئەگرى - بۈگرى، قىڭغىر - سىڭغىر، تۈگۈلمەك، تولغانماق، چىقىش (سۆڭەك بوغۇملىرىنىڭ ئورنىدىن) چىقىپ كېتىشى.

اِلْتَوَى يَلْتَوِي اِلْتِوَاءً عَلَيْهِ الْأَمْرُ: قىيىنلىشىپ كەتتى، تەسلىشىپ كەتتى، چىگىش بولۇپ كەتتى، مۇرەككەپلىشىپ كەتتى.

اِلْتَوَى الثُّعْبَانُ: يىلان يۆگەلدى، تۈگۈلدى، ئورالدى، چىرماشتى، يىغىلدى، تولغاندى.

اِلْتَوَى الْحَبْلُ: ئارغامچا ئېشىلدى.

اِلْتَوَى الشَّيْءُ: قىڭغىر بولدى، ئەگرى بولدى، قىيسايدى، سىڭايان بولدى.

«اِلْتَوَتِ الطَّرِيقُ عِنْدَ سَفْحِ الْجَبَلِ»: تاغ باغرىدىكى يول ئەگرى بولدى.

اِلْتَوَتْ عَلَيْهِ السُّبُلُ: يوللار قىيىنلاشتى، تەسلەشتى.

أَلْثَغُ م لَثْغَاءُ ج لُثْغٌ: تىلى كەمتۈك، كېكەچ، دۇدۇقلىغۇچى.

أَلْثَى يُلْثِي إِلْثَاءً: يىلىم ئاقتى.

إِلْجَاءٌ: ساقلىماق، ئاسرىماق؛ زورلىماق؛ قانات ئاستىغا ئالماق.

أَلْجَأَ يُلْجِئُ إِلْجَاءً: قوغدىدى، مۇھاپىزەت قىلدى، ھامىيلىق قىلدى، قانات ئاستىغا ئالدى، پان باستى؛ زورلىدى، مەجبۇرلىدى.

أَلْجَأَ الشَّخْصَ إِلَى كَذَا: مەجبۇرلىدى، بېسىم قىلدى، زورلىدى.

أَلْجَأَ أَمْرَهُ إِلَى اللّٰهِ: ئىشىنى ئاللاھقا تاپشۇردى.

أَلْجَأَهُ فِي الْحِصْنِ: ئۇنى قورغاندا قوغدىدى.

«أَلْجَأَهُ مِنَ الْجُوعِ»: ئۇ ئۇنى ئاچلىقتىن ساقلىدى.

«أَلْجَأَ الدَّائِنُ فُلَانًا إِلَى بَيْعِ دَارِهِ لِخَلَاصِ دَيْنِهِ»: قەرز ئىگىسى پالانىنى قەرزدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن قورۇسىنى سېتىشقا زورلىدى.

**أَلَجَّ يَلِجُّ إِلْجَاجًا الْقَوْمُ:** دېڭىزنىڭ چوڭقۇر يېرىدە سەپەر قىلدى.

**أَلْجَمَ يُلْجِمُ إِلْجَامًا الدَّابَّةَ:** ئۇلاغنى يۈگەنلىدى، نۇقتىلىدى.

**أَلْجَمَ الشَّخْصَ عَنْ حَاجَتِهِ:** توستى، چەكلىدى، جىم تۇرغۇزدى.

**«تَكَلَّمَ فَأَلْجَمْتُهُ»:** ئۇ سۆزلىگەنىدى، مەن ئۇنى سۈكۈت قىلدۇردۇم، سۆزلىگەنىدى، مەن ئۇنىڭ ئاغزىنى تۇۋاقلاپ قويدۇم.

**إِلْحَاحٌ:** قاتتىق تەلەپ قىلماق، تەلىپىدە چىڭ تۇرۇۋالماق.

**إِلْحَادٌ:** ھەقىقەتتىن چەتنەش، دىندىن يۈز ئۆرۈش، ئاللاھنىڭ مەۋجۇتلىقىنى ئىنكار قىلىش.

**«وَمَنْ يُرِدْ فِيهِ بِإِلْحَادٍ بِظُلْمٍ» «قرآن»:** كىمكى (مەسجىتى ھەرەمدە) زۇلۇم بىلەن گۇناھ قىلماقچى بولىدىكەن.

**إِلْحَادٌ:** كاپىرلىق قىلماق، دەھرىيلىك قىلماق؛ مېيىتنى كۆممەك.

**إِلْحَاقٌ:** چۈمكىمەك، يۆگىمەك؛ تەكرار سوراپ تۇرۇۋالماق.

**«تَعْرِفُهُمْ بِسِيمَاهُمْ لَا يَسْئَلُونَ النَّاسَ إِلْحَافًا»**

«قرآن»: ئۇلارنىڭ چىرايىدىن تونۇيسەن، ئۇلار كىشىلەرگە چاپلىشىۋېلىپ تىلەمچىلىك قىلمايدۇ.

**إِلْحَاقٌ:** ئۇلىماق، ئۇتاشتۇرماق، بىرلەشتۈرمەك.

**إِلْحَاقَاتٌ:** قوشۇمچە، تولۇقلىما.

**أَلَحَّ يُلِحُّ إِلْحَاحًا فِي السُّؤَالِ:** ... دەپ تۇرۇۋالدى، قايتا ـ قايتا تەلەپ قىلدى، بىزەڭلىك بىلەن سورىدى.

**أَلَحَّ الشَّخْصُ عَلَى الشَّيْءِ:** داۋاملاشتۇردى، چىڭ تۇردى.

**أَلَحَّ فِي الْمُطَالَبَةِ بِدَيْنٍ:** قەرزنى سۈيلەپ كەتتى، ھەيدەكچىلىك قىلدى، قىستىدى.

**أَلَحَّ السَّحَابُ:** يامغۇر توختىماي ياغدى.

**«أَلَحَّ عَلَى طَلَبِ عَمَلٍ»:** ئۇ ئىش تەلەپ قىلىپ چىڭ تۇرىۋالدى.

**أَلَخُّ م لَخَّاءُ ج لُخٌّ:** چاپاق.

**أَلْحَدَ يُلْحِدُ إِلْحَادًا الْمَيِّتَ:** مېيىتنى كۆمدى، دەپنە قىلدى، يەرلىكىگە قويدى.

**أَلْحَدَ الشَّخْصُ عَنِ الدِّيْنِ:** دىندىن چىقتى، دىنسىز بولدى.

**أَلْحَدَ الشَّخْصُ عَنِ الْحَقِّ:** ھەقىقەتتىن بۇرۇلۇپ كەتتى، ئېزىپ كەتتى.

**«إِنَّ الَّذِينَ يُلْحِدُونَ فِي آيَاتِنَا لَا يَخْفَوْنَ عَلَيْنَا» «قرآن»:** شۈبھىسىزكى، بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى بۇرمىلاپ چۈشەندۈرىدىغانلار بىزگە مەخپىي قالمايدۇ.

**أَلْحَقَ يُلْحِقُ إِلْحَاقًا الشَّخْصُ فِي الطَّلَبِ:** قايتا ـ قايتا تەلەپ قىلدى، قەتئىي تەلەپ قىلدى.

**أَلْحَفَهُ الثَّوْبَ:** ئۇنىڭغا كىيىم كىيدۈردى، ئۇنى چۈمكىدى، ئۇنى يۆگىدى.

**أَلْحَقَ يُلْحِقُ إِلْحَاقًا بِهِ:** يېتىشىۋالدى.

**أَلْحَقَهُ بِهِ:** قوشتى، قوشۇۋەتتى.

**«رَبِّ هَبْ لِي حُكْمًا وَأَلْحِقْنِي بِالصَّالِحِينَ»**

«قرآن»: پەرۋەردىگارىم! ماڭا ـ ھېكمەت ئاتا قىلغىن، مېنى ياخشىلارغا قوشقىن.

**أَلْحَقَ بِهِ عِقَابًا:** ئۇنى جازالىدى.

**أَلْحَقَ بِهِ الضَّرَرَ:** ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزدى.

**أَلْحَقَ الْغِذَاءُ بِزَمِيلِهِ:** يوگۇرگۇچى ھەمراھىغا يېتىشىۋالدى.

**«أَلْحَقَهُ بِقَائِمَةِ الْمُرَشَّحِينَ»:** ئۇنى نامزاتلار تىزىملىكىگە كىرگۈزدى.

**«أَلْحَقَ الْمُدِيرُ فُلَانًا بِإِدَارَةِ الْحِسَابَاتِ»:** مۇدىر پالانىنى بوغالتىرلىق ئىدارىسىغا كىرگۈزدى.

**أَلْحَنَ يُلْحِنُ إِلْحَانًا الشَّخْصُ فِي كَلَامِهِ:** خاتا سۆزلىدى.

**«كَثِيرًا مَا يُلْحِنُ فِي خُطَبِهِ»:** ئۇ نۇتۇقلىرىدا كۆپىنچە خاتا تەلەپپۇز قىلىدۇ.

**أَلْحَى:** ئۇزۇن ساقال.

**رَجُلٌ أَلْحَى:** ئۇزۇن ساقال ئادەم.

**أَلْخَصُ م لَخْصَاءُ ج لُخْصٌ:** قاپىقى يوغان، قاپىقى ساڭگىلاپ قالغان، غورا قاپاق.

**أَلْخَنُ م لَخْنَاءُ ج لُخْنٌ:** بەدىنى پۇرايدىغان

ئادەم.

**أَلَدَّ يَلِدُّ إِلْدَادًا ـ هُ:** قاتتىق دۈشمەن ھېسابلاندى.

**أَلَدُّ م لَدَّاءُ ج لُدٌّ ولِدَادٌ:** ئەشەددىي رەقىب.

**«وَيُشْهِدُ اللّٰهَ عَلَى مَا فِي قَلْبِهِ وَهُوَ أَلَدُّ الْخِصَامِ» «قرآن» :** ئۇ دىلىدىكى نەرسىگە (يەنى دىلى باشقا، تىلى باشقا ئەمەسلىكىگە) ئاللاھنى گۇۋاھ قىلىدۇ، ھالبۇكى، ئۇ (ساختا ۋە ساختا ئەگۈشكۈچىلەرگە) ئەشەددىي دۈشمەندۇر.

**عَدُوٌّ أَلَدُّ:** ئەشەددىي دۈشمەن.

**أَلْدَغُ م لَدْغَاءُ ج لُدْغٌ:** كېكەچ، تىلى كەمتۇك.

**أَلْدَى يُلْدِي إِلْدَاءً الشَّخْصُ:** تەڭ تۇشلىرى كۆپ بولدى.

**إِلْزَامٌ:** مەجبۇر قىلماق، زورلىماق، تاڭماق، قىستىماق.

**إِلْزَامُ الشَّبَابِ بِالْخِدْمَةِ الْعَسْكَرِيَّةِ:** ياشلارنى ھەربىي خىزمەت ئۆتەشكە مەجبۇرلاش.

**إِلْزَامِيٌّ:** مەجبۇرلۇق، زورلۇق، بۇرچ، ۋەزىپە، مەجبۇرىيەت.

**اَلتَّعْلِيمُ الْإِلْزَامِيُّ:** مەجبۇرىي مائارىپ.

**إِلْزَامِيَّةٌ:** ۋەزىپە، مەجبۇرىيەت، بۇرچ، جاۋابكارلىق، مەسئۇلىيەت، مەسئۇلىيەتچانلىق.

**اَلْخِدْمَةُ الْإِلْزَامِيَّةُ:** مەجبۇرىي خىزمەت.

**أَلْزَقَ يُلْزِقُ إِلْزَاقًا:** يېپىشتۇردى، چاپلاشتۇردى، يەملىدى.

**أَلْزَمَ يُلْزِمُ إِلْزَامًا خَصْمَهُ:** رەقىبىنى مات قىلدى، دۈشمىنىنى پاكىت بىلەن يەڭدى.

**«وَأَلْزَمَهُمْ كَلِمَةَ التَّقْوَى وَكَانُوا أَحَقَّ بِهَا وَأَهْلَهَا» «قرآن» :** ئۇلارغا تەقۋا كەلىمىسىنى (يەنى كەلىمە تەۋھىدنى) ئىختىيار قىلدى، مۆمىنلەر تەقۋا كەلىمىسىگە ئەڭ لايىق ئىدى ۋە ئۇنىڭ ئەھلى ئىدى.

**أَلْزَمَ الشَّخْصَ الشَّيْءَ:** مەجبۇرلىدى، زورلىدى، قىستىدى، مەجبۇر قىلدى.

**«أَلْزَمَ الطَّبِيبُ الْمَرِيضَ الْفِرَاشَ» :** دوختۇر كېسەلنى ئورنىدىن تۇرماسلىققا مەجبۇرلىدى.

**أَلْزَمَهُ بِكَذَا:** مەسئۇلىيەتنى ئارتتى، جاۋابكارلىقنى ئارتتى.

**أَلْزَمَهُ الْمَالَ وَبِهِ:** پۇل تاپشۇردى، پۇل بەردى.

**أَلْزَمَ الْعَمَلَ وَبِهِ:** تاپشۇردى، بۇيرىدى، ۋەزىپە قىلىپ يۈكلىدى.

**أَلْزَمَهُ دَفْعَ دَيْنِهِ:** ئۇنى قەرزىنى تۆلەشكە قىستىدى.

**أَلْسَنُ م لَسْنَاءُ ج لُسْنٌ و لَسْنَاوَاتٌ:** پاساھەتلىك، سۆزمەن، سۆزگە ئۇستا، ناتىق.

**أَلْسُنِيٌّ ج أَلْسُنِيُّونَ:** تىلشۇناس.

**بَحْثٌ أَلْسُنِيٌّ:** تىلشۇناسلىق تەتقىقاتى.

**أَلْسُنِيَّةٌ:** تىلشۇناسلىق.

**قِسْمُ الْأَلْسُنِيَّةِ فِي الْجَامِعَةِ:** ئۇنىۋېرسىتېت تىلشۇناسلىق فاكۇلتېتى.

**اَلْأَلْسُنِيُّونَ الْمَغَارِبَةُ:** شىمالىي ئافرىقا تىلشۇناسلىرى.

**إِلْصَاقٌ:** چاپلىماق، يېپىشتۇرماق، يەملىمەك.

**إِلْصَاقُ طَابِعِ الْبَرِيدِ:** پوچتا ماركىسى چاپلىماق.

**أَلْصَقَ يُلْصِقُ إِلْصَاقًا بِالشَّيْءِ:** چاپلىدى، يېپىشتۇردى، چاپلاشتۇردى، يەملىدى.

**أَلْصَقَ النَّجَّارُ قِطْعَتَيِ الْخَشَبِ:** ياغاچچى ئىككى پارچە ياغاچنى يەملىدى.

**أَلْصَقَ بِهِ تُهْمَةً خَطِيرَةً:** ئۇنىڭغا چوڭ تۆھمەت چاپلىدى.

**«أَلْصَقَتْ صُورَةٌ عَلَى الْحَائِطِ» :** ئۇ تامغا رەسىم چاپلىدى.

**أَلْصَقَهُ بِالْأَمْرِ:** مەجبۇرىي قىلدى، مەجبۇرىي قوبۇل قىلدۇردى.

**أَلْطَعُ م لَطْعَاءُ ج لُطْعٌ وَلَطْعَوَاتٌ:** چىشلىرى چۈشۈپ كەتكەن ئادەم، كومىلاك ئادەم.

**أَلْطَفَ يُلْطِفُ إِلْطَافًا الشَّخْصَ بِكَذَا:** ھۆرمەتلىدى، ئىززەتلىدى.

**أَلْطَفَ لَهُ فِي الْقَوْلِ:** سىلىق سۆز قىلدى، مۇلايىم سۆز قىلدى.

**أَلْطَفَ لِلْيَتِيمِ:** يېتىمنىڭ بېشىنى سىلىدى.

**كَمْ أَتْحَفَ وَأَلْطَفَ:** كۆپ ئىنئاملارنى بەردى ۋە ئىززەت ـ ھۆرمىتىنى قىلدى.

**أَلْعَبَ يُلْعِبُ إِلْعَابًا:** ئويناتتى، تاماشا قىلدۇردى، كۆڭۈل ئاچتۇردى.

أَلْعَجَ يُلْعِجُ إِلْعَاجًا النَّارَ فِي الْحَطَبِ: ئوت ياقتى، ئوت تۇتاشتۇردى.

أَلْعَسُ م لَعْسَاءُ ج لُعْسٌ: لېۋىنىڭ ئىچى تەرەپى قارامتۇل ئادەم (ئەرەبلەر بۇنى چىرايلىق دەپ قارايدۇ).

أَلْعَقَ يُلْعِقُ إِلْعَاقًا الْعَسَلَ: ھەسەل يالاتتى.

«أَلْعَقَتِ الْأُمُّ رَضِيعَهَا لَعَامَةً» : ئانا بوۋىقىغا تاماق يېگۈزدى.

أَلْعَقَ التَّاجِرُ الثَّوْبَ: توقۇمىچى رەختنى نېپىز توقىدى، يۇقىا توقىدى.

أَلْعُوبَةٌ ج أَلَاعِيبُ: ئويۇنچۇق، قورچاق.

فُلَانٌ أَلْعُوبَةٌ فِي يَدِفُلَانٍ: پالانى پالانىنىڭ قولىدىكى قورچاق.

أَلْغَى يُلْغِي إِلْغَاءً ثَدْيَ الْمَرْأَةِ: ئايالنىڭ ئەمچىكى ھامىلدارلىق تۈپەيلىدىن ئۈزگەردى.

إِلْغَاءٌ: بىكار قىلماق، ئەمەلدىن قالدۇرماق، ئىناۋەتسىز قىلماق.

إِلْغَاءُ السَّفَرِ: سەپەرنى بىكار قىلماق.

إِلْغَاءُ الْحُكْمِ الْعَسْكَرِيِّ: ھەربىي ھاكىمىيەتنى ئەمەلدىن قالدۇرماق.

أَلْغَبَ يُلْغِبُ إِلْغَابًا: چارچىتىۋەتتى، ھارغۇزدى، ھالىدىن كەتكۈزىۋەتتى.

أَلْغَتَ يُلْغِتُ إِلْغَاتًا الشَّيْءَ: ئايلاندۇردى، بۇردى، چۆرگىلەتتى، پىرقىراتتى، ئۆزگەرتتى.

أَلْغَزَ يُلْغِزُ إِلْغَازًا الشَّخْصُ الْكَلَامَ وَفِيهِ: گەپ يورغىلاتتى، مۇجمەل گەپ قىلدى، چالغىتىپ گەپ قىلدى، گەپ قاچۇردى.

«يُلْغِزُ السِّيَاسِيُّ فِي كَلَامِهِ» : سىياسەتچى گەپ يورغىلىتىدۇ.

أَلْغَطَ يُلْغِطُ إِلْغَاطًا الْقَوْمُ: ۋاراڭ - چۇرۇڭ كۆتۈردى، شاۋقۇن - سۈرەن كۆتۈردى، جار سالدى.

«أَلْغَطَ الْمُتَظَاهِرُونَ» : نامايىشچىلار ۋارقىراپ - جارقىرىدى.

أَلْغَطَ الْحَمَامُ: كەپتەر بۇقۇلدىدى.

أُلْغُوزَةٌ ج أَلَاغِيزُ: تېپىشماق، سىرلىق قىيىن مەسىلە، كىشىنىڭ ئەقلى يەتمەيدىغان مەخپىيەت.

أَلْغَى يُلْغِي إِلْغَاءً الشَّيْءَ: ئەمەلدىن قالدۇردى، بىكار قىلدى، ئېلىپ تاشلىدى.

أَلْغَى الْمَوْعِدَ: ۋەدىلەشكەن ۋاقىتنى ياكى ۋەدىنى بىكار قىلدى.

أَلْغَى الْمَرْسُومَ: مۇراسىمنى بىكار قىلدى.

«أَلْغَى الْبَرْلَمَانُ الْقَانُونَ» : پارلامېنت قانۇننى بىكار قىلدى.

«أَلْغَى مِنَ الْفَاتُورَةِ عُشْرَهَا» : ھۆججەتنىڭ ئوندىن بىرى (1/10) نى ئەمەلدىن قالدۇردى.

أَلْغَى مِنَ الشَّيْءِ كَذَا: ئېلىپ تاشلىدى.

أُلْغِيَ الْحُكْمُ بِالْإِعْدَامِ: ئۆلۈم جازاسى بىكار قىلىندى.

أَلِقَ يَأْلَقُ أَلْقًا: ئادەتلەندى؛ ياخشى كۆردى، بويسۇندى؛ كۆندى.

أَلِقَ الرَّجُلَ صَدِيقَهُ: دوستىنى ياخشى كۆردى.

أَلِقَ الْمَكَانَ: جايغا ئادەتلەندى، كۆندى.

أَلْقٌ: كۆنمەك، ئادەتلىنىپ قالماق.

أَلْقٌ ج آلَاقٌ و أُلُوقٌ: مىڭ، مىڭلار (بىر نەچچە مىڭ).

أَلْقُ لَيْلَةٍ وَلَيْلَةٍ: مىڭبىر كېچە.

أَلْأُلُوقُ، أَلْآلَافُ، الْمُؤَلَّفَةُ: مىڭلىغان، ئونمىڭلىغان.

أَلْقٌ مُؤَلَّفٌ: تولۇق مىڭ.

«وَإِنْ يَكُنْ مِنْكُمْ أَلْفٌ يَغْلِبُوا أَلْفَيْنِ بِإِذْنِ اللَّهِ» «قرآن» : ئەگەر سىلەردە (چىدامىلىق) مىڭ ئادەم بولىدىغان بولسا، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ئىككى مىڭ (دۈشمەن) نى يېڭەلەيدۇ.

«أُضِيفَتْ إِلَى الْعَرَبِيَّةِ آلَاقٌ مُؤَلَّفَةٌ مِنَ الْمُصْطَلَحَاتِ الْعِلْمِيَّةِ الْحَدِيثَةِ» : ئەرەب تىلىغا ھازىرقى زامان ئىلمىي ئاتالغۇلىرىدىن مىڭلىغان سۆزلەر قوشۇلدى.

إِلْقٌ ج آلَاقٌ: دوست، ئاغىنە، بۇرادەر، ئۈلپەت.

«حَنَّ حَنِينَ الْإِلْقِ إِلَى إِلْفِهِ» : ئۇ دوست دوستىنى سېغىنغاندەك سېغىندى.

أَلِقٌ: ئېلىپ ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ بىرىنچى ھەرپىنىڭ نامى، بەزىدە ھەمزە (ء) ئەرەب ئېلىپ-

بەسىنىڭ 1 ـ ھەرپى ھېسابلىنىدۇ.

**مِنْ أَلِفِهِ إِلَى يَائِهِ:** باشتىن ـ ئاخىرغىچە.

**أَلِفْبَاءُ:** ئېلىپبە.

**أَلِفْبَائِيٌّ:** ئېلىپبەلىك.

**أَلِفْبَائِيًّا:** ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە.

**أَلْفَتُ م لَفْتَاءُ ج لُفْتٌ:** سولچى.

**أُلْفَةٌ:** دوستلۇق، بۇرادەرچىلىك، دوستانىلىق، يېقىنچىلىق، ئۈلپەتچىلىك، چوڭقۇر ئالاقە.

**اَلْأُلْفَةُ تَرْفَعُ الْكُلْفَةَ:** ھەقىقى دوستلۇق تەكەللۇپ-قا موھتاج ئەمەس.

**أَلَقَّ يُلِقُّ إِلْقَاقًا الشَّخْصُ رَأْسَهُ:** بېشىنى ئىچى-گە تىقىۋالدى.

«**أَلَقَّ رَأْسَهُ فِي رِدَائِهِ**»: ئۇ بېشىنى يەكتىكى-گە تىقىۋالدى.

**أَلَقَّ الطَّائِرُ رَأْسَهُ:** قۇش بېشىنى قانىتى ئاستىغا تىقىۋالدى.

**أَلَقُّ م لَقَّاءُ ج لُقٌّ:** تىلى ئېغىر، سۆزنى راۋان قىلالمايدىغان، مىس ـ مىس؛ قاشالىق؛ ئاھالىسى زىچ جاي.

**حَيٌّ أَلَقُّ:** ئاھالىسى زىچ رايون.

**اَلْأَلَقُّ:** ھايۋاننىڭ ئالدى قولىدىكى تومۇر.

**أَلْفَى يُلْفِي إِلْفَاءً الشَّيْءَ:** تاپتى، بايقىدى، ئۇچراتتى.

«**إِنَّهُمْ أَلْفَوْا آبَاءَهُمْ ضَالِّيْنَ**» «قرآن»: ئۇلار ھەقىقەتەن ئاتا ـ بوۋىلىرىنى گۇمراھ بىلدى.

«**زَارَهُ فَأَلْفَاهُ يَسْقِي الْأَزْهَارَ**»: ئۇ ئۇنى يوقلى-غىلى بېرىپ، ئۇنىڭ گۈل سۇغۇرۇۋاتقانلىقىنى بايقىدى.

**أَلْفِيٌّ:** مىڭ يىللىق.

**أَلْفِيَّةٌ:** مىڭ يىل.

«**عُقِدَ إِحْتِفَالٌ بِالذِّكْرَى الْأَلْفِيَّةِ لِتَأْسِيْسِ جَامِعَةِ الْأَزْهَرِ**»: ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ قۇرۇلغانلىقىنىڭ مىڭ يىللىق مۇناسىۋىتى بىلەن تەبرىكلەش يىغىنى ئۆتكۈزۈلدى.

**أَلَقَ يَأْلِقُ أَلْقًا:** چاقنىدى، يالىلىدى، جىلۋى-لىنىپ تۇردى.

**أَلَقَ الْبَرْقُ:** چاقماق يورىدى.

**إِلْقَاءٌ:** تاشلىماق، ئاتماق، چۆرىۋەتمەك، نۇتۇق سۆزلىگەن چاغدىكى ئىما ـ ئىشارەت.

**إِلْقَاءُ الْكَلَامِ أَوِ الْخُطَبِ:** نۇتۇق سۆزلىمەك، سۆزگە چىقماق.

**إِلْقَاءُ الشَّيْءِ الْمَحْفُوظِ:** ياد ئوقىماق، يادلىماق، دېكلاماتسىيە قىلماق، ئۈنلۈك ئوقىماق.

**إِلْقَاءُ الْقَبْضِ:** قولغا ئالماق.

**عِلْمُ الْإِلْقَاءِ:** نۇتۇق سۆزلەش سەنئىتى، نۇتۇق سۆزلەش ئىلمى.

**أَلْقَاطٌ:** لۈكچەك، ساياق.

«**جَاءَنَا أَشْقَاطٌ مِنَ النَّاسِ وَأَلْقَاطٌ**»: بىزگە چۈپرەندە ۋە ساياق ئادەملەر كەلدى.

**أَلْقَحَ يُلْقِحُ إِلْقَاحًا:** چاڭلاشتۇردى، ئۇرۇقلان-دۇردى، ئۇلىدى.

**أَلْقَحَ الْفَحْلُ النَّاقَةَ:** ئەركەك تۆگە چىشى تۆگىنى بوغاز قىلىپ قويدى.

**أَلْقَحَ الْفَلَّاحُ النَّخْلَةَ:** دېھقان خورمىنى ئۇلىدى.

**أَلْقَحَتِ الرِّيْحُ الْأَشْجَارَ:** شامال دەرەخلەرنى چاڭلاشتۇردى.

«**أُلْقِحَتْ شَجَرَةُ التِّيْنِ**»: ئەنجۈر دەرىخى ئۇلاندى.

**أَلْقَمَ يُلْقِمُ إِلْقَامًا الطَّعَامَ:** تاماق يېگۈزدى، تاماق بەردى.

**أَلْقَمَهُ الْحَجَرَ:** جېدەللەشكەندە ئاغزىنى تۇۋاقلى-دى، لام ـ جىم دېگۈزمىدى، ئېغىز ئاچقۇزمى-دى.

**أَلْقَنَ يُلْقِنُ إِلْقَانًا الْكَلَامَ:** تېز يادلىۋالدى.

**أَلْقَى يُلْقِي إِلْقَاءً الشَّيْءَ:** تاشلىدى، ئاتتى، چۆرىدى، ئىرغىتىپ تاشلىدى.

«**فَأَلْقَى عَصَاهُ فَإِذَا هِيَ ثُعْبَانٌ مُبِيْنٌ**» «قرآن»: مۇسا ھاسىسىنى تاشلىۋىدى، ئۇ ناگاھان ئاشكارا بىر ئەجدىھاغا ئايلاندى.

«**فَأَلْقَوْا إِلَيْهِمُ الْقَوْلَ إِنَّكُمْ لَكَاذِبُونَ**» «قرآن»: بۇتلىرى ئۇلارغا جاۋاب بېرىپ: «شۈبھىسىز-كى، سىلەر ھەقىقەتەن يالغانچىسىلەر» دەيدۇ.

**أَلْقَى قُرْعَةً:** چەك تارتتى، چەك ئالدى، چەك تاشلىدى.

**أَلْقَى الدَّرْسَ:** دەرس ئۆتتى، دەرس بەردى.

**أَلْقَى خُطْبَةً:** نۇتۇق سۆزلىدى، سۆزگە چىقتى، سۆزلىدى.

**«أَلْقَى إِسْمَاعِيلُ كَلِمَةَ الْإِفْتِتَاحِ فِي الْحَفْلِ نِيَابَةً عَنْ عَمِيدِ الْكُلِّيَّةِ»** : ئىسمائىل فاكۇلتېت باشلىقى نامىدىن يىغىندا ئېچىلىش نۇتقى سۆزلىدى.

**أَلْقَى إِلَيْهِ السَّمْعَ:** كۆڭۈل قويۇپ ئاڭلىدى، زەن قويۇپ ئاڭلىدى، تىنچ ئاڭلىدى.

**«يُلْقُونَ السَّمْعَ وَأَكْثَرُهُمْ كَاذِبُونَ»** «قۇرئان» : ئۇلار (پەرىشتىلەرنىڭ سۆزلىرىنى ئوغرىلىقچە) ئاڭلايدۇ، ئۇلار (يەنى شەيتانلار) نىڭ تولىسى يالغانچىلاردۇر.

**أَلْقَى إِلَيْهِ الْقَوْلَ أَوْبِالْقَوْلِ:** سۆزنى يەتكۈزدى، يەتكۈزۈپ قويدى، خەۋەر قىلدى، ئۇقتۇردى.

**«وَلاَتَقُولُوا لِمَنْ أَلْقَىإِلَيْكُمُ السَّلاَمَلَسْتَمُؤْمِنًا»** «قۇرئان» : سىلەرگە مۇسۇلمان بولغانلىقىنى بىلدۈرۈپ سالام بەرگەن ئادەمگە سەن مۆمىن ئەمەس دېمەڭلار.

**أَلْقَى بَالَهُ إِلَى:** دىققەت قىلدى، كۆڭۈل بۆلدى، غەمخورلۇق قىلدى، كۆيۈندى.

**أَلْقَاهُ عَلَى الْأَرْضِ:** ئۇنى يەرگە تاشلىۋەتتى، ئۇنى يەرگە ئۇردى.

**أَلْقَى عَلَيْهِ الْقَوْلَ:** ئېغىزچە پىششىپ بەردى، سۆزلەپ بەردى، ئاغزاكى ئېيتتى، يەتكۈزدى، خەۋەر بەردى، خەۋەر قىلدى.

**أَلْقَى الْقَبْضَ عَلَيْهِ:** قولغا ئالدى، تۇتتى.

**أَلْقَى الْحَبْلَ عَلَى الْغَارِبِ:** يولىغا قويدى، مەيلىگە قويۇپ بەردى، بولۇشىغا تاشلىۋەتتى، ئىختىيارىغا قويۇپ بەردى.

**«أَلْقَى قُنْبُلَةً عَلَى جَيْشِ الْعَدُوِّ»** : دۈشمەن قوشۇنىغا بومبا تاشلىدى.

**أَلْقَى بِنَفْسِهِ فِي الْخَطَرِ:** ئۆزىنى خەتەرگە ئاتتى.

**أَلْقَى بِهِ مِنَ النَّافِذَةِ:** ئۇنى دېرىزىدىن تاشلىۋەتتى.

**أَلْقَى إِلَيْهِ أَوْ عَلَيْهِ الْأَمْرَ:** ئىش تاپشۇردى، تەكلىپ قىلدى.

**أَلْقَى إِلَيْهِ مَقَالِيدَ الْأُمُورِ:** ئىشلارنىڭ تىزگىنىنى ئۇنىڭغا تۇتقۇزدى، ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى ئۇنىڭغا تاپشۇردى.

**أَلْقَى الرُّعْبَ فِي قَلْبِهِ:** ئۇنىڭغا قورقۇنچ سالدى.

**أَلْقَى سِلاَحَهُ:** تەسلىم بولدى.

**أَلْقَى الضَّوْءَ عَلَيْهِ:** روشەنلەشتۈرۈپ بەردى، بايان قىلىپ بەردى، شەرھلەپ بەردى.

**أَلْقَى عَلَيْهِ سُؤَالاً:** ئۇنىڭدىن سوئال سورىدى، ئۇنىڭغا سوئال قويدى.

**أَلْقَى عَلَيْهِ الْقَبْضَ:** ئۇنى تۇتىۋالدى، ئۇنى سولاپ قويدى.

**أَلْقَى عَلَيْهِ مُتَلَبِّسًا:** ئۇنى گۇمان بىلەن قولغا ئالدى.

**أَلْقَى نَظْرَةً عَلَى الشَّيْءِ:** خەۋەردار بولدى، خەۋەر تاپتى، قاراپ چىقتى، مەلۇمات ئالدى.

**أَلْقَى نَظْرَةً عَلَى الصَّحِيفَةِ:** گېزىتكە كۆز يۈگۈرتۈپ چىقتى، گېزىتنى ئوقىدى.

**أَلْقَتْ مُحَاضَرَةً:** لېكسىيە سۆزلىدى.

**أَلْقَتِ الْبَاخِرَةُ مَرَاسِيَهَا:** پاراخوت پورتتا توختىدى.

**سَيُلْقِي بَيَانًا:** باياناتى ئېلان قىلىدۇ.

**أُلْقِيَّةٌ ج أَلاَقِيُّ:** ياپتا گەپ، تېپىشماق، مۇشكۇل مەسىلە.

**«أَلْقَيْتُ عَلَيْهِ أُلْقِيَّةً عَجَزَ عَنْ فَكِّهَا»** : ئۇنىڭغا بىر تېپىشماقنى دېۋىدىم، ئۇ يېشىپ بېرەلمىدى.

**أَلَكَ يَأْلِكُ أَلْكًا و أُلُوكَةً و أُلُوكًا و مَأْلَكًا:** ئەۋەتتى (ئادەمگە قارىتىلىدۇ).

**أَلْكَعُ م لَكْعَاءُ ج لُكْعٌ:** پەسكەش، رەزىل، ئەخمەق.

**أَلْكَنُ م لَكْنَاءُ ج لُكْنٌ:** كېكەچ.

**«لَهُ وَلَدٌ أَلْكَنُ»** : ئۇنىڭ بىر كېكەچ بالىسى بار.

**إِلٌّ:** ئەھدۇ پەيمان، ئەھدىنامە، توختامنامە (قەسەم بىلەن قىلىنغان چىڭ ۋەدە)، ئۆچمەنلىك، ئاداۋەت.

**«لاَ يَرْقُبُونَ فِي مُؤْمِنٍ إِلاًّ وَلاَ ذِمَّةً»** «قۇرئان» : ئۇلار مۆمىنلەر ھەققىدە نە تۇغقانچىلىقنى ۋە نە ئەھدىگە رىئايە قىلمايدۇ.

**إِلاَّ:** باشقا، سىرت، تاشقىرى، پەقەت، لېكىن.

**لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللهُ:** بىر ئاللاھدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق.

**«وَعَدَ بِالْحُضُورِ إِلاَّ أَنَّهُ لَمْ يَفْعَلْ»:** كېلىشكە ۋەدە قىلدى، لېكىن كەلمىدى، شەرت مەنىسىنى بىلدۈرۈپ كېلىدۇ:

**«إِنْ تَذْهَبْ أَذْهَبْ و إِلاَّ تَذْهَبْ فَلاَأَذْهَبْ»:** سىز بارسىڭىز مەنمۇ بارىمەن، ئەگەر بارمىسىڭىز مەنمۇ بارمايمەن.

**«كُلُّ شَيْءٍ يَنْقُصُ بِالإِنْفَاقِ إِلاَّ الْعِلْمَ»:** ئىلىمدىن باشقا ھەرقانداق نەرسە خەجلىسە كېمىيىدۇ.

**لَيْسَ إِلاَّ:** پەقەت، باشقا ئەمەس.

**كَانَ غَرَضُهُ أَنْ يُذَكِّرَكَ لَيْسَ إِلاَّ:** ئۇنىڭ مەقسىتى ساڭا ئەسلىتىپ قويۇشتىن باشقا ئەمەس ئىدى، ئۇنىڭ مەقسىتى پەقەت ساڭا ئەسلىتىپ قويۇش ئىدى.

**أَللَّهُمَّ إِلاَّ:** بىرەر شەك بولغان نەرسىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

**أَلاَّ ـ أَنْ ـ لاَ:** 1. رىغبەتلەندۈرۈش مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ؛ 2. ئەيىبلەشنى بىلدۈرىدۇ.

**أَلاَّ آمَنْتَ:** ئىمان ئېيتساڭ بولماسمىدى.

**أَلاَّتُكْرِمُ أَبَوَيْكَ:** ئاتا ـ ئاناڭنى ھۆرمەتلىمەمسەن!

**وَدِدْتُ اَلاَّ أَرَاكَ:** سېنى كۆرگۈم يوق.

**اَلَّتِي:** ئۇلانما ئالماش تۈرىنىڭ مۇئەننەس شەكلى.

**«وَاللاَّئِي يَئِسْنَ مِنَ الْمَحِيضِ مِنْ نِسَائِكُمْ إِنِ ارْتَبْتُمْ» «قرآن»:** ئاياللىرىڭلار ئىچىدىكى ھەيزدىن ئۈمىدىنى ئۈزگەنلەردىن شۈبھىدە بولساڭلار...

**لاَتُ:** جاھىلىيەت دەۋرىدىكى بىر بۇتنىڭ ئىسمى.

**«أَفَرَأَيْتُمُ اللاَّتَوَ الْعُزَّىوَمَنَاةَ الثَّالِثَةَالأُخْرَى» «قرآن»:** ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ! لات، ئۇززا ۋە ئۈچىنچىسى بولغان ماناتلار (ئاللاھ تائالادەك كۈچ ـ قۇۋۋەتكە ئىگىمۇ؟)

**أَلاَقُ:** پارقىراق، يالتىراق، يارقىن.

**أَلَّبَ يُؤَلِّبُ تَأْلِيبًا:** توپلىدى، جەملىدى.

**أَلَّبَ الْقَوْمَ:** توپلىدى.

**أَلَّبَ عَلَيْهِ النَّاسَ:** ئۇنىڭغا قارشى كىشىلەرنى كۈشكۈرتتى.

**أَلَّةٌ:** بىسى كەڭ ياكى يالتىراپ تۇرىدىغان نەيزە.

**أَلَّةٌ:** نەيزە.

**اَلَّذِي «مثناه» اَلَّذَانِ اَلَّذَيْنِ ج اَلَّذِينَ:** ئۇلانما ئالماش تۈرىنىڭ مۇزەككەر شەكلى.

**«اَلَّذِيْنَ يَحْتَرِمُونَ النَّاسَ يَحْتَرِمُهُمْ النَّاسُ»:** كىشىلەرنى ھۆرمەت قىلغانلارنى كىشىلەر ھۆرمەت قىلىدۇ.

**أَلَّفَ يُؤَلِّفُ تَأْلِيفًا بَيْنَهُمْ:** بىرلەشتۈردى، ئەپلەشتۈردى، كېلىشتۈردى.

**أَلَّفَ الْكِتَابَ:** كىتاب يازدى، كىتاب تۈزدى.

**أَلَّفَ وَزَارَةً:** كابىنىت تەشكىل قىلدى.

**أَلَّفَ الرَّجُلُ:** مىلى مىڭغا يەتتى.

**«لَوْ أَنْفَقْتَ مَا فِي الأَرْضِ جَمِيْعًا مَا أَلَّفْتَ بَيْنَ قُلُوبِهِمْ وَلَكِنَّ اللهَأَلَّفَ بَيْنَهُمْ» «قرآن»:** سەن يەر يۈزىدىكى پۈتۈن بايلىقنى سەرپ قىلسىڭمۇ ئۇلارنىڭ دىللىرىنى بىرلەشتۈرەلمەيتتىڭ، لېكىن ئاللاھ ئۇلارنى ئىناق قىلدى.

**«كَانَ الْعَرَبُ يَعِيشُونَ قَبَائِلَ مُتَفَرِّقَةً فَأَلَّفَ الإِسْلاَمُ بَيْنَهُمْ وَجَعَلَهُمْ أُمَّةً وَاحِدَةً»:** ئەرەبلەر تارقاق قەبىلىلەر شەكلىدە ياشايتتى، ئىسلام دىنى ئۇلارنى بىرلەشتۈردى ۋە ئۇلارنى بىر ئۈممەت قىلدى.

**أَلَّفَ الْعَمَلَ الْمُوسِيقِيَّ:** مۇزىكا ئىجاد قىلدى.

**«أَلَّفَ مَسْرَحِيَّةً جَدِيدَةً»:** يېڭى سەھنە ئەسىرى يازدى.

**أَلَّمَ يُؤَلِّمُ تَأْلِيمًا:** ئاغرىتتى، ئازابلىدى، قىينىدى.

**أَلَّهَ يُؤَلِّهُ تَأْلِيهًا:** ئىلاھ قىلىۋالدى، ئىلاھلىق ئورنىغا كۆتۈردى.

**«تُؤَلِّهُ بَعْضُ الشُّعُوبِ حُكَّامَهَا»:** بەزى خەلقلەر ئۆز ھۆكۈمدارلىرىنى خۇدا قاتارىدا كۆرىدۇ.

**أَللهُ:** ئاللاھ، خۇدا.

**«أَشْهَدُ أَنْ لاَإِلَهَ إِلاَّ اللهُ»:** «بىر ئاللاھدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق دەپ گۇۋاھلىق بېرى-

مەن».

«قَالَ اللّٰهُ تَعَالَى» : ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى...

«مَاشَاءَ اللّٰهُ» : قىزىقسىنغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

«وَاللّٰهُ أَعْلَمُ» : ئاللاھ ئۆزى بىلگۈچىدۇر.

**بِاللّٰهِ عَلَيْهِ:** ئاللاھ كۆرۈۋېتىۋۈرۈپتۇ، خۇدا ھەققى، ساڭا ئىلتىماس قىلىمەنكى.

**بِاللّٰهِ:** ئاللاھ بىلەن قەسەمكى.

**وَاللّٰهِ:** ئاللاھ بىلەن قەسەمكى.

**لِلّٰهِ:** نېمىدېگەن ياخشى.

**لِلّٰهِ أَنْتَ:** سىز نېمىدېگەن ياخشى.

**لِلّٰهِ دَرُّكَ:** نېمىدېگەن بەلەن.

**أَللّٰهُمَّ:** ئى خۇدا، ئى ئاللاھ.

«مِنَ الْمُقَرَّرِ أَنْ يُسَافِرَ الْيَوْمَ أَللّٰهُمَّ إِلاَّ أَنْ يَكُونَ قَدْ غَيَّرَ رَأْيَهُ» : ئەگەر ئۇ پىكرىنى ئۆزگەرتمىگەن بولسىلا، ئۇ بۈگۈن چوقۇم سەپەر قىلىدۇ.

**أَلَّى يُؤَلِّي تَأْلِيَةً:** بوشاڭلىق قىلدى، بىپەرۋالىق قىلدى، ھورۇنلۇق قىلدى.

**أَلِمَ يَأْلَمُ أَلَمًا:** دەرد تارتتى، ئەلەم چەكتى، جاپا چەكتى.

«يُعْنِي الْكَاتِبُ الْإِجْتِمَاعِيُّ بِهُمُومِ أُمَّتِهِ فَيَأْلَمُ لِمَا يُؤْلِمُهَا وَيُسَرُّ لِمَا يُسِرُّهَا» : ئىجتىمائىي يازغۇچى مىللىتىنىڭ غەم ـ قايغۇسى بىلەن بولىدۇ، مىللىتى يىغلىسا يىغلايدۇ، كۈلسە كۈلىدۇ.

**أَلَمٌ ج آلاَمٌ:** ئاغرىق، دەرد، ئازاب ـ ئوقۇبەت.

**أَلَمُ الْأَسْنَانِ:** چىش ئاغرىقى.

**زَهْرَةُ الآلاَمِ:** مېھرىگۈل (بىھە غوللۇق ئۆسۈملۈك).

**بِمَزِيدٍ مِنَ الْأَلَمِ:** قاتتىق ئەلەم بىلەن، قاتتىق دەرد، قاتتىق ھەسرەت.

«تَلَقَّيْتُ بِمَزِيدٍ مِنَ الْأَلَمِ نَبَأَ وَفَاةِ الْمَرْحُومِ...» : مەرھۇمنىڭ ۋاپاتىدىن قاتتىق قايغۇردۇم.

«قَاسَى كَثِيرًا مِنْ آلاَمِ الْمَرَضِ» : ئۇ كېسەل دەردىنى كۆپ تارتتى.

**أَلِيمٌ:** ئاغرىتقۇچى، ئەلەم تارتقۇزغۇچى.

**أَلْمَاسٌ:** ئالماس، بىرلىيانت.

**إِلْمَاعَةٌ:** ئىشارەت، ئىشارەت قىلماق، بىشارەت بەرمەك، دارتمىلىماق، پۇرىتىپ قويماق، كۆرسەتمەك.

**إِلْمَامٌ:** بىلمەك، تېگى ـ تەكتىگە يەتمەك.

**إِلْمَامَةٌ:** بىر قېتىم بىلمەك، تېز كۆز يۈگۈرتۈپ چىقماق.

«أَعْطِنِي إِلْمَامَةً عَاجِلَةً عَنِ الْقَضِيَّةِ» : مەسىلە ئۈستىدە ماڭا بىرەر تېز مەلۇمات بەرسىڭىز!

**أَلْمَانٌ:** گېرمان، نېمىس.

**أَلْمَانِيَا:** گېرمانىيە.

**أَلْمَحَ يُلْمِحُ إِلْمَاحًا الشَّيْءَ:** كۆزىگە چېلىقىپ قالدى، قاراپ قويدى، كۆزىنىڭ قۇيرۇقىدا قاراپ قويدى.

**أَلْمَحَ إِلَيْهِ:** ماردى، ئوغرىلىقچە قارىدى.

**أَلْمَحَ إِلَيْهِ بِأَنَّهُ مُخْطِئٌ:** ئۇنىڭ خاتالاشقانلىقىنى پۇرىتىپ ئۆتتى.

**أَلْمَحَ إِلَيْهِ شَيْئًا وَبِهِ:** كۆرسەتتى.

**أَلْمَعَ يُلْمِعُ إِلْمَاعًا إِلَى فُلاَنٍ:** ئىشارەت قىلدى، دارتمىلىدى، پۇرىتىپ قويدى.

«أَلْمَعَ فِي حَدِيثِهِ إِلَى الْمَوْضُوعِ الْفُلاَنِيِّ» : ئۇ سۆزىدە پالانى ماۋزۇنى ئىشارەت قىلىپ ئۆتتى.

**أَلْمَعَتِ الْأُنْثَى:** قورساقتىكى بالا مىدىرلىدى.

**أَلْمَعَتِ الشَّخْصُ فِي حَدِيثِهِ:** سۆزىدە پۇرىتىپ ئۆتتى.

**أَلْمَعُ. أَلْمَعِيٌّ:** دانا، دانىشمەن، ئەقىللىق، ئەقىل ـ پاراسەتلىك، چېچەن، زېرەك، زېھنى ئۆتكۈر.

**رَجُلٌ أَلْمَعِيٌّ:** زېرەك ئادەم.

**أَلْمَعِيَّةٌ:** دانالىق، دانىشمەنلىك، پەم ـ پاراسەت، زېرەكلىك، چېچەنلىك، ئەقىللىق.

**شَابٌّ ذُو أَلْمَعِيَّةٍ وَقَّادَةٍ:** زېھنى ئۇرغۇپ تۇرغان ئۆتكۈر ياش.

**أَلَمَّ يُؤَلِّمُ إِلْمَامًا الرَّجُلَ:** سەۋەنلىك ئۆتكۈزدى.

**أَلَمَّ بِالْمَعْنَى:** چۈشەندى، ئۇقتى، بىلدى.

**أَلَمَّ الْغُلَامُ:** ياش ـ قۇرامىغا يەتتى، بالاغەتكە يەتتى.

**أَلَمَّ بِهِ الْمَرَضُ:** كېسەل بولدى.

**أَلَمَّ بِالْمَوْضُوعِ أَوْكَادَ:** ماۋزۇ ئۈستىدە چوڭقۇر-لاشماي ئومۇمەن توختالدى.

**«أَلَمَّ بِأَطْرَافِ الْمُشْكِلَةِ»:** قىيىن مەسىلە ئۈستىدە ئومۇمەن توختىلىپ ئۆتتى.

**أَلَمَّ بِالذَّنْبِ:** جىنايەت ئۆتكۈزدى، گۇناھ قىلدى، جىنايەت سادىر قىلدى.

**أَلَمَّ بِالْأَمْرِ:** قول ئۇچىدا ئىشلىدى، ئەپلەپ ـ سەپلەپ ئۆتكۈزۈۋەتتى، يۈزەكى ئىشلىدى.

**أَلَمَّ بِهِ أَمْرٌ:** بىرەر ئىشقا دۇچار بولدى.

**أَلَمَّ بِهِ مَرَضٌ:** كېسەلگە دۇچار بولدى، كېسەل بولۇپ قالدى.

**أَلْمَى م لَمْيَاءُ لُمْيٌ:** بۇغداي ئۆڭلۈك، قوڭۇر.

**رُمْحٌ أَلْمَى:** قوڭۇر نەيزە.

**أَلَهَ يَأْلَهُ إِلَاهَةً وَأُلُوهَةً وَأُلُوهِيَّةً:** چوقۇندى، ئىبادەت قىلدى.

**أَلَهَ إِلَيْهِ:** ئىلتىجا قىلدى.

**أَلِهَ فُلَانٌ أَلَهًا:** تېڭىرقاپ قالدى.

**إِلْهَابٌ:** ئوت ياقماق، ئوت تۇتاشتۇرماق.

**إِلْهَاجُ اللَّبَنِ:** سۈتنىڭ ئۇيۇشى، قېتىشى، قېتىپ قېلىشى، قويۇقلىشىشى.

**إِلْهَامٌ:** ۋەھيي، ئىلھام، چۈشەنچە، بېشارەت، كۆرسەتمە، رىغبەتلەندۈرۈش.

**أَلْهَبَ يُلْهِبُ إِلْهَابًا النَّارَ:** ئوت ياقتى، ئوت تۇتاشتۇردى، كۆيدۈردى.

**أَلْهَبَ الْبَرْقُ:** چاقماق چاقتى.

**أَلْهَبَ الْحِصَانُ:** ئايغىر تۇپا ـ چاڭ توزۇتۇپ چاپتى.

**أَلْهَبَ دِمَاغَهُ بِالرَّصَاصِ:** مىلتىق بىلەن ئېتىپ، مېڭىسىنىڭ قېتىقىنى چىقىرىۋەتتى.

**أَلْهَجَ يُلْهِجُ إِلْهَاجًا بِالشَّيْءِ:** خۇمار بولدى، ياخشى كۆردى، مەستانە بولدى، خۇشتار بولدى، مېھرىنى ئۈزەلمىدى، مەپتۇن بولدى.

**«أَلْهَجَ لِسَانَهُ بِالشُّكْرِ»:** ئۇ ھەمىشە تەشەككۈر بىلدۈرۈپ تۇردى.

**أَلْهَجَ الْفَصِيلَ:** كالىنىڭ موزىيىنى ياكى تۆگە-نىڭ بوتىلىقىنى ئانىسىنى ئېمىۋالماسلىقى ئۈچۈن ئاغزىغا ئېغىز دۇرۇق سېلىپ قويدى.

**أَلْهَجَ الشَّخْصَ بِالْأَمْرِ:** بىرىنى داۋاملاشتۇردى، دائىم قىلدى.

**أَلْهَجَ بِذِكْرِهِ:** توختىماي ئەسلىدى، داۋاملىق تىلغا ئالدى.

**أَلْهَمَ يُلْهِمُ إِلْهَامًا:** ئىلھام بەردى، ئىلھاملاندۇردى.

**«وَنَفْسٍ وَمَا سَوَّاهَا فَأَلْهَمَهَا فُجُورَهَا وَتَقْوَاهَا»** (قرآن): روھ بىلەن ۋە ئۇنى چىرايلىق قىلىپ ياراتقان، ئۇنىڭغا ياخشى ـ يامانلىقىنى بىلدۈرگەن زات بىلەن قەسەمكى.

**أَلْهَمَهُ اللهُ خَيْرًا:** ئاللاھ ئۇنىڭ دىلىغا ياخشىلىق-نى ئىلھام قىلدى.

**أَلْهَمَهُ شَيْئًا:** بېشارەت بەردى، ئىلھام بەردى، كۆڭلىگە سالدى، ۋەھيي قىلدى.

**«أَلْهَمَهُ الْمَوْقِفُ قَصِيدًا رَائِعًا»:** شارائىت ئۇنىڭ كۆڭلىگە گۈزەل قەسىدىنى ئىلھام ئارقىلىق سالدى.

**أَلْهَى يُلْهِي إِلْهَاءً فُلَانًا عَنْ كَذَا:** مەشغۇل قىلدى، ئۇنۇتتۇردى؛ توسقۇنلۇق قىلدى، دەخلى قىلدى، توسالغۇ بولدى، كاشىلا قىلدى.

**«أَلْهَاكُمُ التَّكَاثُرُ حَتَّى زُرْتُمُ الْمَقَابِرَ»** (قرآن): تاكى قەبرىلەرنى زىيارەت قىلغىنىڭلارغا (يەنى قەبرىلەرگە كۆمۈلگىنىڭلارغا) قەدەر، (پۇل ـ مال، باللار بىلەن) پەخىرلىنىدىك سىلەرنى غەپلەتتە قالدۇردى.

**أَلْهَاهُ الشَّيْءُ:** كۆڭۈل ئاچتى، ئەمەك بولدى.

**«يُلْهِيهِ لَعِبُ الشَّطْرَنْجِ»:** شاھمات ئويۇنى ئۇنىڭ كۆڭلىنى ئاچىدۇ.

**أَلْهَاهُمُ الْكَلَامُ عَنْ وَقْتِ الصَّلَاةِ:** پاراڭ ئۇلارغا ناماز ۋاقتىنى ئۇنۇتتۇردى.

**أُلْهِيَّةٌ ج أُلْهِيَّاتٌ:** تاماشا، كۆڭۈل ئېچىش، ئىچ پۇشۇقىنى چىقارماق.

**أَلْوَةٌ. أُلْوَةٌ:** ئەھدە، قەسەم.

**أَلْوَثُ م لَوْثَاءُ ج لُوثٌ:** ئەخمەق، دۆت.

**أَلُوقٌّ ج أُلُقٌ:** يېقىن، سىرداش (دوست).

**آَلْأَلُوفُ «اَلْآلَافُ» اَلْمُؤَلَّفَةُ:** مىڭلىغان، ئون مىڭلىغان، ھەددى ـ ھېسابسىز، سان ـ ساناقسىز.

**أَلُوكَةٌ ج أَلَائِكُ:** خەت ـ ئالاقە، خەت ـ چەك.

**أُلُوهَةٌ. أُلُوهِيَّةٌ:** ئىلاھلىق، ئىلاھلىق سۈپەت.

**أُلُوهِيَّةٌ:** ئىلاھلىق، ئىلاھنىڭ سۈپىتى.

**«يُؤْمِنُ الْمَسِيحِيُّونَ بِأُلُوهِيَّةِ الْمَسِيحِ وَنَاسُوتِيَّتِهِ مَعًا»:** ناسارالار مەسىھنى ھەم ئىلاھ ھەم ئىنسان دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ.

**أَلْوَى يُلْوِي إِلْوَاءً بِيَدِهِ:** قول ئىشارىتى قىلدى، قول پۇلاڭلاتتى.

**أَلْوَى الشَّخْصُ:** ئارزۇ ـ ئارمانىنى كۆپ قىلدى، ئۆزى ئۆچۈن ياكى مېھمان ئۈچۈن ساقلاپ قويغان نەرسىنى يېدى.

**أَلْوَى بِهِ:** ئېلىپ كەتتى، ئايرىپ بەردى.

**أَلْوَى الشَّخْصُ بِحَقِّهِ:** ھەققىنى ئىنكار قىلدى، ھەققىدىن تېنىۋالدى.

**أَلْوَى الشَّخْصُ بِرَأْسِهِ:** بېشىنى ئەگدى، بېشىنى ساڭگىلاتتى.

**أَلْوَى الشَّخْصُ بِيَدِهِ آَوْبِثَوْبِهِ:** قولى ياكى كىيىمىنى پۇلاڭلاتتى.

**أَلْوَى الْبَقْلُ:** ئوت ـ چۆپ قۇرۇپ قالدى.

**أَلْوَى الشَّخْصُ اللِّوَاءَ:** تۇغ ياسىدى، تۇغنى كۆتۈردى.

**أَلْوَى بِهِمُ الدَّهْرُ:** زامان ئۇلارنى ھالاك قىلدى.

**أَلْوَى الْعُودَ:** ياغاچنى ئەگدى، قىڭغايتتى، ئەگرى قىلدى.

**إِلَى:** غا، قا، گە، كە.

**إِلَى آخِرِهِ «إِلَخْ»:** قاتارلىقلار ۋە باشقىلار.

**«هُنَاكَ كَلِمَاتٌ تَجْرِي عَلَى أَلْسِنَتِنَا الْيَوْمَ مِثْلُ الشَّعْبِ وَالْحُرِّيَّةِ وَالْمُسَاوَاةِ وَحَقِّ الْإِنْتِخَابِ إِلَى آخِرِهِ أَوْإِلَخْ»:** بۇ يەردە بۈگۈنكى كۈندە ئاغزىمىزدىن چۈشۈرمەيدىغان خەلق، ئەركىنلىك، باراۋەرلىك، سايلاش ھوقۇقى قاتارلىق سۆزلەر بار.

**إِلَى أَيْنَ:** قەيەرگە، نەگە.

**إِلَى أَنْ:** ... غىچە، گىچە.

**إِلَى مَتَى:** قاچانغىچە، نەۋاققىچە.

**«إِلَى مَتَى نَبْقَى وَنَنْتَظِرُ الْحَلَّ الْمَوْعُودَ»:** ۋەدە قىلىنغان جاۋابنى ساقلاپ قاچانغىچە قالىمىز.

**وَمَاإِلَى ذَلِكَ:** قاتارلىقلار، دېگەنلەرگە ئوخشاش ۋە باشقىلار.

**«إِنْتَظَرَهُ مِنَ السَّاعَةِ الثَّانِيَةِ إِلَى الرَّابِعَةِ»:** ئۇ ئۇنى سائەت ئىككىدىن تۆتكىچە ساقلىدى.

**«اَلشِّعْرُ أَحَبُّ إِلَيَّ مِنَ النَّثْرِ»:** شېئىر مەن ئۈچۈن نەسرى ئەسەردىن ياخشى، شېئىر ماڭا نەسرگە قارىغاندا يېقىملىق تۇيۇلىدۇ.

**«اَلْقَلِيْلُ إِلَى الْقَلِيْلِ كَثِيْرٌ»:** تاما ـ تاما كۆل بولۇر (ئازغا ـ ئاز قوشۇلسا كۆپ بولىدۇ).

**«يَقَعُ الْمَصْنَعُ إِلَى الْجَنُوبِ مِنْ مَدِيْنَةٍ كَبِيْرَةٍ»:** زاۋۇت چوڭ شەھەرنىڭ جەنۇب تەرىپىگە جايلاشقان.

**إِلَى جَانِبِ ذَلِكَ:** شۇنىڭ بىلەن بىللە.

**إِلَى غَيْرِ ذَلِكَ:** شۇنىڭ بىلەن بىللە.

**إِلَى يَمِينِهِ:** ئوڭ تەرىپىدە.

**جَلَسَ إِلَى الْمَائِدَةِ:** داستىخاندا ئولتۇردى.

**«دَخَلْتُ عَلَى الْمُدِيرِ وَ جَلَسْتُ إِلَىيَمِيْنِهِ»:** مەن مۇدىر ئىشخانىسىغا كىردىم، ئۇنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ئولتۇردۇم.

**هَذَا إِلَى أَنَّ الْأَمْرَ:** شۇنىڭ بىلەن بىللە.

**إِلَى غَدٍ:** ئەتە كۆرۈشەرمىز.

**إِلَى الْجَنُوبِ مِنْهُ:** جەنۇبتا.

**إِلَى اللِّقَاءِ:** خەير ـ خوش، ئەتە كۆرۈشەرمىز.

**إِلَامَ / إِلَامَا:** قاچانغىچە، نەۋاققىچە.

**«إِلَامَ/إِلَامَا الْخُلْفُ بَيْنَكُمَا؟»:** سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ئىختىلاپ قاچانغىچە تۈگىمەيدۇ.

**إِلْيٌ. إِلَى ج آلَاءٌ:** ئىلتىپات، مەرھەمەت، نېمەت.

**«فَبِأَيِّ آلَاءِ رَبِّكُمَا تُكَذِّبَانِ» «قرآن»:** (ئى ئىنسانلار! جىنلار) پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ قايسى نېمەتلىرىنى ئىنكار قىلىسىلەر؟

**أَلْيَةٌ ج أَلَايَا وَأَلَيَاتٌ:** قويىنىڭ قۇيرۇقى؛ ساغرا، كاسا.

**أَلْيَسُ م لَيْسَاءُ لِيْسٌ لُوْسٌ:** قەھرىمان، باتۇر، ئەزىمەت، مەرد.

**أَلِيْقٌ:** كۆنۈك، كۆندۈرۈلگەن، ياۋاش، ئۇلپەتچىل، چىقىشقاق.

**أَلِيْقٌ ج أَلَائِقُ:** دوست، ئاغىنە، بۇرادەر، ئۇلپەت.

**إِلَيْكَ لَكَ:** ئىختىيارىڭىز، مەيلىڭىز.

**إِلَيْكَ هَذَا الْكِتَابَ:** بۇ كىتابنى ئالە، ئال بۇ كىتابنى.

**أَلْأَمْرُ إِلَيْكَ:** بۇ ئىشقا سىز ئىگە بولۇڭ.

**إِلَيْكَ هَذَا:** بۇنى ئېلىڭ.

**إِلَيْكَ عَنِّي:** نېرى كەت، نېرى تۇر.

**إِلَيْكَ الْبَيَانَ:** چۈشەندۈرۈشكە قۇلاق سېلىڭ.

**وَمَا إِلَيْهِ:** شۇنىڭغا ئوخشاش، قاتارلىق.

**«تَنَاوَلَ الْكَاتِبُ الْفَقْرَ وَ الْجَهْلَ وَالْمَرَضَ وَمَا إِلَى ذَلِكَ ‹إِلَيْهِ› مِنْ عَوَامِلِ التَّأَخُّرِ» :** يازغۇچى قالاقلىقنىڭ ئامىللىرىغا كەمبەغەللىك، بىلىمسىزلىك (مەدەنىيەتسىزلىك) ۋە كېسەللىككە ئوخشاش سەۋەبلەرنى كەلتۈردى.

**أَلْيَلُ:** زۇلمەتلىك، قاپقاراڭغۇ.

**لَيْلٌ أَلْيَلُ:** زۇلمەتلىك كېچە.

**أَلِيْمٌ:** ئاغرىتقۇچى، ئەلەم تارتقۇزغۇچى، ئەلەملىك.

**«فَوَيْلٌ لِلَّذِيْنَ ظَلَمُوامِنْ عَذَابِ يَوْمٍ أَلِيْمٍ» ‹قرآن› :** زالىملارغا قاتتىق كۈن ئازابىدىن ۋاي!

**أَلْيَنُ:** ئەڭ يۇمشاق، ئەڭ مۇلايىم.

**فُلَانٌ أَلْيَنُ مِنْ فُلَانٍ:** پالانى پوكۈنىدىن مۇلايىمراق.

**«هُوَ أَلْيَنُ قَوْمِهِ» :** ئۇ قەۋمى ئىچىدە ئەڭ رايىش.

**أَلِيٌّ:** قەسەمخور.

**أَلِيَّةٌ ج أَلَايَا:** ئەھدە، قەسەم.

**أَمْ:** تاللاش باغلىغۇچىسى بولۇپ، ياكى، يا دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ.

**أَقَرِيْبٌ أَمْ بَعِيْدٌ:** يېقىنمۇ يا يىراقمۇ؟

**«هَلْ يَسْتَوِى الْأَعْمَى وَ الْبَصِيْرُ أَمْ هَلْ تَسْتَوِى الظُّلُمَاتُ وَالنُّورُ» ‹قرآن› :** قارىغۇ بىلەن كۆزى كۆرىدىغان ئادەم تەڭ تۇرامدۇ يا قاراڭغۇلۇق بىلەن يورۇقلۇق ئوخشاشمۇ؟

**«سَوَاءٌ عِنْدِى حَضَرْتَ أَمْ لَمْ تَحْضُرْ» :** مەيلى كەل، مەيلى كەلمە، مەن ئۈچۈن بەرىبىر.

**أَمَا:** سۆزنىڭ بېشىدا سۆزگە كىرىش ھەرپ بولۇپ كېلىدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىن قەسەم ئىچىلىدۇ.

**«أَمَا أَنَّكَ كَرِيْمٌ» :** سەن راستىنلا مەرد.

**«أَمَا وَاللّٰهِ مَاقَصَدْتُ الْإِسَاءَةَ إِلَيْكَ» :** ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مەن ساڭا يامانلىق قىلىشنى ئويلىمىدىم.

**أَمَاتَ يُمِيتُ إِمَاتَةً غَيْرَهُ:** ئۆلتۈردى.

**أَمَاتَ نَفْسَهُ:** ئۆزىنى تىزگىنلىدى، ئۆزىنى توختىتىۋالدى.

**أَمَاتَ غَضَبَهُ:** غەزىپىنى بېسىۋالدى.

**أُمِيتَتِ الْكَلِمَةُ:** ئەمەلدىن قالدى.

**«رَبِّىَ الَّذِى يُحْيِي وَ يُمِيْتُ قَالَ أَنَا أُحْيِي وَ أُمِيْتُ» ‹قرآن› :** «مېنىڭ پەرۋەردىگارىم (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيدۇ، (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيدۇ» دېدى، ئۇ: «مەنمۇ (ئۆلۈكنى) تىرىلدۈرەلەيمەن (تىرىكنى) ئۆلتۈرەلەيمەن» دېدى.

**إِمَاتَةٌ:** ئۆلتۈرمەك، ھاياتىدىن ئايرىماق.

**إِمَاتَةُ الشَّهَوَاتِ:** شەھۋانىي نەپسىنى باسماق، ھاۋايى - ھەۋەسكە بېرىلمەسلىك.

**أَمَارَ يُمِيرُ إِمَارَةً:** تەمىنلىدى، باقتى، ھالىدىن خەۋەر ئالدى.

**أَمَارَتِ الرِّيْحُ التُّرَابَ:** شامال توپا - چاڭ توزۇتتى.

**إِمَارَةٌ ج إِمَارَاتٌ:** كېنەزلىك، بەگلىك، ئەمىرلىك، شاھزادىلىك، مەرتىۋە.

**أَلْإِمَارَاتُ الْعَرَبِيَّةُ الْمُتَّحِدَةُ:** ئەرەب بىرلەشمە ئەمىرلىكى.

**أَمَارَةٌ ج أَمَارَاتٌ:** ئالامەت، نىشان، بەلگە؛ قومانداء، شوئار.

**«بَدَتْ عَلَيْهِ أَمَارَاتُ التَّعَبِ» :** ئۇنىڭدا چارچىغانلىقنىڭ ئالامەتلىرى كۆرۈلدى.

**اَلْغَيْمُ أَمَارَةُ الْمَطَرِ:** بۇلۇت يامغۇرنىڭ ئالامىتى.

**أَمَازَ يُمِيزُ إِمَازَةً:** تاللىۋالدى، ئايرىۋالدى.

**أَمَاطَ يُمِيطُ إِمَاطَةً:** يىراقلاشتۇردى، نېرى قىلدى، چەتلەتتى.

**أَمَاطَ اللِّثَامَ عَنْ وَجْهِهِ:** چۈمپەردىنى ئېلىۋەتتى.

**إِمَاطَةٌ:** نېرى قىلماق، يىراق قىلماق، چەتنەشتۈرمەك.

**«إِمَاطَةُ الْأَذَى عَنِ الطَّرِيقِ صَدَقَةٌ» ‹حديث›:** يولدىن كىشىلەرگە ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان نەرسىنى ئېلىۋېتىش سەدىقە ئورنىدا بولىدۇ.

**أَمَاعَ يُمِيعُ إِمَاعَةً الْجَامِدَ:** ئېرىتتى، سۇيۇقلۇقتا ئايلاندۇردى.

**إِمَاعَةٌ:** ئېرىتمەك، سۇيۇقلاندۇرماق.

**أَمَالَ يُمِيلُ إِمَالَةً الشَّيْءَ:** قىڭغايتتى، قىيسايتتى، ئاغدۇردى.

**أَمَالَ قَارِئُ الْقُرْآنَ:** قارى قۇرئاننى ئىمالە بىلەن ئوقۇدى.

**أَمَالَهُ:** مال بەردى.

**إِمَالَةٌ ‹في التجويد›:** ئېلىپنى ئېلىپ بىلەن يانىڭ ئوتتۇرىسىدا تەلەپپۇز قىلىش، فەتھەنى كەسرىگە مايىللراق قىلىپ ئوقۇش.

**اَلْأَمَالِيُّ:** خاتىرە؛ خاتىرە يازماق، خاتىرىلىمەك.

**إِمَامٌ ج أَئِمَّةٌ و أَيِمَّةٌ:** ئىمام، رەھبەر، يېتەكچى، داھىي، باشلىق، يولباشچى؛ چوڭ يول؛ خەلىپە، يۇرت چوڭى؛ بىرەر پەندە كامالەتكە يەتكەن زات؛ دەپتەر.

**«قَالَ إِنِّي جَاعِلُكَ لِلنَّاسِ إِمَامًا» ‹قرآن›:** ئاللاھ (ئۇنىڭغا: «سېنى چوقۇم كىشىلەرگە (دىندا) پېشۋا قىلىمەن» دېدى).

**«وَكُلَّ شَيْءٍ أَحْصَيْنَاهُ فِي إِمَامٍ مُبِينٍ» ‹قرآن›:** ھەممە شەيئىنى روشەن دەپتەردە (يەنى لەۋھۇلمەھپۇزدا) تولۇق خاتىرىلەپ قويغانمىز.

**إِمَامُ الْمَسْجِدِ:** مەسچىتنىڭ ئىمامى.

**أَئِمَّةُ الْمَذَاهِبِ:** مەزھەپ ئىماملىرى.

**أَئِمَّةٌ أَرْبَعَةٌ:** تۆت ئىمام (سۈننى مەزھەپنىڭ ئىماملىرى).

**اَلْإِمَامُ الْأَكْبَرُ:** جامىئۇل ئەزھەر شەيخى.

**إِمَامٌ ‹عند الشيعة›:** شىئەلەردە خەلىپە ئەلى ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىنىڭ ئاتىلىشى.

**«يُعْتَبَرُ سِيبَوَيْهِ مِنْ أَئِمَّةِ النَّحْوِ الْعَرَبِيِّ»:** سىبەۋەيھى ئەرەب تىلى گىراماتىكىسىنىڭ پېشۋاسى ئىدى.

**«لِكُلِّ جَامِعٍ إِمَامٌ يَأْتَمُّ بِهِ الْمُصَلُّونَ»:** ھەر بىر جامەئەنىڭ ناماز ئوقۇغۇچىلار ئىقتىدا قىلىدىغان ئىمامى بار.

**«مَنْ ذَا الَّذِي يَسْتَطِيعُ أَنْ يَفْصِلَ عَلِيَّ بْنَ أَبِي طَالِبٍ إِمَامَ الْمُسْلِمِينَ عَنْ عَلِيٍّ إِمَامِ الْبَلَاغَةِ وَالْفَصَاحَةِ الْعَرَبِيَّةِ؟»:** كىممۇ مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى بولغان ئەلى بىن تالىبنى ئەرەب تىلىدىكى پاساھەت بالاغەتنىڭ پېشۋاسى بولغان ئەلىدىن ئايرىپ قارىيالايدۇ؟

**أَمَامَ:** ئالدىدا، ئالدى تەرەپتە، ئۇدۇلىدا.

**أَمَامَ عَيْنَيْهِ:** كۆز ئالدىدا.

**إِلَى الْأَمَامِ:** ئالغا، ھۇررا.

**«وَقَفَ أَمَامَ الْحَاضِرِينَ يَخْطُبُ فِيهِمْ»:** ئۇ مەيداندىكى كىشىلەر ئارىسىدا نۇتۇق سۆزلەپ تۇردى.

**أَمَامَكَ:** ئېھتىيات قىل، ھوشيار بول.

**إِمَامَةٌ:** رىياسەتچىلىك، قوماندانلىق، يېتەكچىلىك.

**أَمَامِيٌّ:** ئالدىنقى، ئالدىدا، ئالدىغا تەۋە.

**مَقْعَدٌ أَمَامِيٌّ:** ئالدىنقى رەت، ئالدىنقى ئورۇن.

**اَلْخُطُوطُ الْأَمَامِيَّةُ:** ئالدىنقى سەپ.

**أَمَانٌ:** ئامانلىق، تىنچلىق، بىخەتەرلىك.

**«لَا يَحُسُّ النَّاسُ بِأَمَانٍ إِلَّا فِي ظِلِّ حُكْمٍ عَادِلٍ»:** كىشىلەر پەقەت ئادىل ھاكىمىيەت سايىسىدىلا ئامانلىق ھېس قىلىدۇ.

**بِكُلِّ أَمَانٍ:** تامامەن بىخەتەر.

**حِزَامُ أَمَانٍ:** بىخەتەرلىك تاسمىسى.

**فِي أَمَانِ اللهِ:** ئاللاھ ئامان قىلسۇن، خۇدا ساقلىسۇن.

**أَمَانُ الْمُرُورِ:** قاتناش بىخەتەرلىكى.

**«طَلَبَتِ السُّلُطَاتُ إِلَى الْمُتَمَرِّدِينَ أَنْ يُسَلِّمُوا**

أَنْفُسَهُم وَوَعَدْتُهم بِالْأَمَانِ» : هۆكۈمەت دائىرىلىرى تويىلاڭ كۆتۈرگۈچىلەرنىڭ تەسلىم بولۇشىنى تەلەپ قىلدى ۋە ئۇلارغا ئامانلىق بېرىدىغانلىقى توغرىسىدا ۋەدە بەردى.

**أَمَانَةٌ:** ساداقلىق، راستچىللىق، سەممىيلىك.

«لاَ إِيمَانَ لِمَنْ لاَ أَمَانَةَ لَهُ» ‹حديث› : راستچىللىق بولمىغان كىشىدە ئىمان بولمايدۇ.

«قَامَ بِأَدَاءِ وَاجِبِهِ بِكُلِّ إِخْلاَصٍ وَأَمَانَةٍ» : ئۇ ئۆز ۋەزىپىسىنى پۈتۈنلەي سەممىيلىك ۋە ساداقەتلىك بىلەن ئادا قىلدى.

**أَمَانَةٌ ج أَمَانَاتٌ:** ئامانەت، ساقلىغىلى بەرگەن مال، ئامانەت قويۇلغان نەرسە؛ كاتىبات باشقارمىسى.

**أَمَانَةُ الْعَاصِمَةِ:** شەھەرلىك ھۆكۈمەت (ئىراقتىكى).

«إِنَّ اللّهَ يَأْمُرُكُمْ أَنْ تُؤَدُّوا الْأَمَانَاتِ إِلَى أَهْلِهَا» ‹قرآن› : شۈبھىسىزكى، ئاللاھ سىلەرنى ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا بۇيرۇيدۇ.

**أَلْأَمَانَةُ الْوَطَنِيَّةُ:** مىللىي غۇرۇر.

**أَلْأَمَانَةُ الْعَامَّةُ لِلْجَامِعَةِ الْعَرَبِيَّةِ:** ئەرەب ئىتتىپاقى كاتىبات باشقارمىسى.

**أَلْأَمَانَةُ الْعَامَّةُ لِمُنَظَّمَةِ الْوَحْدَةِ الْإِفْرِيقِيَّةِ:** ئافرىقا بىرلىكى تەشكىلاتى باش سېكرېتارىياتى.

**أَلْأَمَانَةُ الْعَامَّةُ لِلْأُمَمِ الْمُتَّحِدَةِ:** بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى باش سېكرېتارىياتى.

**مَخْزَنُ الْأَمَانَاتِ:** يۈك تاق ـ ساقلاش ئورنى.

**أَمَاهَ يُمِيهُ إِمَاهَةً الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ:** ئارىلاشتۇردى.

**أَمَاهَ السِّكِّينَ:** پىچاقنى سۇغاردى.

**أَماهَتِ الْأَرْضُ:** زېمىننىڭ سۈيى كۆپ بولدى، زېمىننىڭ سۈيى ئەلۋەك بولدى.

**إِمْبَرَاطُورٌ ج أَبَاطِرَةٌ:** ئىمپېراتور، ئىمپېراتورلار.

**إِمْبَرَاطُورُ الْحَبَشَةِ:** ھەبەشىستان ئىمپېراتورى.

**إِمْبَرَاطُورُ الْيَابَانِ:** ياپون ئىمپېراتورى.

«تَقَلَّدَ إِمْبَرَاطُورٌ جَدِيدٌ زِمَامَ الْحُكْمِ» : يېڭى ئىمپېراتور ھاكىمىيەتنى ئىگىلىدى.

**إِمْبَرَاطُورِيَّةٌ:** ئىمپېراتورلۇق.

**إِمْبِرِيَالِيٌّ:** جاھانگىرلىك، مۇستەملىكىچىلىك.

**حُكْمٌ إِمْبِرِيَالِيٌّ:** جاھانگىرلىك ھاكىمىيىتى.

**إِمْبِرِيَالِيَّةٌ:** مۇستەملىكىچىلىك، جاھانگىرلىك.

**أَمْبِيرٌ:** ئامپېر.

**أَمْتٌ ج أُمُوتٌ وَإِمَاتٌ:** تۆپىلىك، ئېگىزلىك.

«فَيَذَرُهَا قَاعًا صَفْصَفًا لاَتَرَى فِيهَا عِوَجًا وَلاَ أَمْتًا» ‹قرآن› : ئۇلارنى تۈزلەڭلىككە ئايلاندۇرىدۇ، ئۇ يەرلەردە نە چوڭقۇرلۇقنى، نە ئېگىزلىكنى كۆرمەيسەن.

**أَمَةٌ ج إِمَاءٌ و أَمَوَاتٌ وآمٌ:** دېدەك، چۆرە، ئايال قۇل.

«لاَ تَضْرِبُوا إِمَاءَ اللّهِ» ‹حديث› : ئاللاھنىڭ مەخلۇقاتىدىن بولغان ئاياللارنى ئۇرماڭلار.

**إِمْتَاحَ يَمْتَاحُ إِمْتِيَاحًا الْمَاءَ:** سۇنى ئۇچۇملاپ ئالدى.

**إِمْتَارَ يَمْتَارُ إِمْتِيَارًا:** سەپەر ئوزۇقى تەييارلىدى؛ ئاشلىق جۇغلىدى.

**إِمْتَازَ يَمْتَازُ إِمْتِيَازًا:** پەرقلىق بولدى، ئايرىم بولدى، ئالاھىدە بولدى.

«وَامْتَازُو الْيَوْمَ أَيُّهَاالْمُجْرِمُونَ» ‹قرآن› : (گۇناھكارلارغا) «ئى گۇناھكارلار! بۈگۈن (بىر تەرەپكە) ئايرىلىڭلار» (دېيىلىدۇ).

**إِمْتَازَ الشَّخْصُ:** ئۈستۈن بولدى، ئالاھىدە بولدى، يېگانە بولۇۋالدى؛ ئۆزىنى چەتكە ئالدى.

**إِمْتَازَ لِكِبْرِيَائِهِ:** چوڭچىلىقتىن ئايرىم بولۇۋالدى.

**إِمْتِثَالٌ:** بويسۇنماق، ئىتائەت قىلماق؛ بەجا كەلتۈرمەك.

**إِمْتَثَلَ يَمْتَثِلُ إِمْتِثَالاً الْأَمْرَ:** باش ئەگدى، ئىتائەت قىلدى.

**إِمْتَثَلَ الْمَثَلَ:** ئۆلگىنى كۆز ئالدىغا كەلتۈردى.

**إِمْتَثَلَ طَرِيقَةَ فُلاَنٍ:** پالانىنىڭ يولىغا ئەگەشتى.

**إِمْتَثَلَ مِنْ فُلاَنٍ:** قىساس ئالدى.

**إِمْتَثَلَ الشَّيْءَ:** دورىدى، تەقلىد قىلدى، ئۈلگە قىلدى.

**إِمْتِحَانٌ ج إِمْتِحَانَاتٌ:** ئىمتىھان، تەجرىبە، سىناق؛ تەكشۈرۈش، كۆرۈپ چىقىش.

**إِمْتِحَانُ الْإِلْتِحَاقِ بِالْجَامِعَةِ:** ئۇنىۋېرسىتېتقا كىرىش ئىمتىھانى.

**إِمْتِحَانُ الطَّلَبَةِ آخِرَ السَّنَةِ:** ئوقۇغۇچىلارنىڭ يىل ئاخىرىدىكى ئىمتىھانى.

**إِمْتِحَانٌ تَحْرِيرِيٌّ:** يازما ئىمتىھان، قەغەز ئىمتىھانى.

**إِمْتَحَنَ يَمْتَحِنُ إِمْتِحَانًا الشَّخْصَ:** سىناق قىلدى، تەجرىبە قىلدى، ئىمتىھان ئالدى؛ تەكشۈردى.

**إِمْتَحَنَ قُوَاهُ:** ئۆزىنىڭ كۈچىنى سىناپ كۆردى.

**«يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا إِذَاجَاءَكُمُ الْمُؤْمِنَاتُ مُهَاجِرَاتٍ فَامْتَحِنُوهُنَّ»** ‹قۇرئان›: ئى مۆمىنلەر! سىلەرگە مۆمىن ئاياللار ھىجرەت قىلىپ كەلسە، ئۇلارنى سىناپ كۆرۈڭلار.

**«إِمْتَحَنَ الْمُعَلِّمُ تَلَامِيذَهُ»**: مۇئەللىم ئوقۇغۇچىلىرىدىن ئىمتىھان ئالدى.

**«إِمْتَحَنَ تَصَرُّفَاتِ الشَّبَابِ»**: ئۇ ياشلارنىڭ ئىش ھەرىكىتىنى كۆزدىن كەچۈردى.

**إِمْتَحَنَ الشَّيْءَ:** كۆرۈپ چىقتى، قاراپ چىقتى، تەكشۈردى.

**أُمْتُحِنَ فُلَانٌ:** قىيىن سىناققا دۇچ كەلدى.

**إِمْتَحَى يَمْتَحِي إِمْتِحَاءً الشَّيْءُ:** ئۆچتى، يوقالدى، تۈگىدى، بىكار قىلىندى.

**إِمْتَخَضَ يَمْتَخِضُ إِمْتِخَاضًا الْجَنِينُ:** قورساقتىكى بالا تەۋرىدى.

**إِمْتَخَضَ اللَّبَنُ:** سۈت ئۇيۇپ قالدى.

**إِمْتَخَطَ يَمْتَخِطُ إِمْتِخَاطًا الْمُخَاطَ:** مىشقاردى، بۇرنىنى تاشلىدى.

**إِمْتِدَادٌ:** سوزۇلماق، ئۇزارماق.

**إِمْتَدَحَ يَمْتَدِحُ إِمْتِدَاحًا:** ماختىدى، مەدھىيىلىدى، ئالقىشلىدى، تەرىپلىدى.

**إِمْتَدَّ يَمْتَدُّ إِمْتِدَادًا:** سوزۇلدى، كېڭەيدى، يېيىلدى.

**إِمْتَدَّ الشَّخْصُ فِي مِشْيَتِهِ:** كېرىلىپ ماڭدى.

**«يَمْتَدُّ الْعَالَمُ الْعَرَبِيُّ إِلَى الْبَحْرِ الْأَبْيَضِ الْمُتَوَسِّطِ شِمَالًا»** : ئەرەب دۇنياسى شىمال تەرەپتىن ئوتتۇرا دېڭىزغىچە سوزۇلىدۇ.

**إِمْتَرَى يَمْتَرِي إِمْتِرَاءً الشَّيْءَ:** چىقاردى.

**إِمْتَرَى اللَّبَنَ:** سۈت ساغدى.

**«ذَلِكَ عِيسَى بْنُ مَرْيَمَ قَوْلَ الْحَقِّ الَّذِي فِيهِ يَمْتَرُونَ»** ‹قۇرئان› : ئەنە شۇ ئىسا ئىبنى مەريەمنىڭ (قىسسىسىدۇر) ئىسا ئۇلاردا تالاش قىلىشۋاتقان ئۆزىنىڭ ئىشىنىڭ (ھەقىقەتتى) ئۇستىدە ھەق گەپنى قىلدى.

**إِمْتَرَى فِي الشَّيْءِ:** شەك قىلدى، شەك كەلتۈردى، شەكلەندى، گۇمانلاندى.

**إِمْتِزَاجٌ:** بىرىكمەك، ئارىلاشماق، ئارىلاشما، بىرىكمە.

**إِمْتَزَجَ يَمْتَزِجُ إِمْتِزَاجًا بِهِ:** ئارىلاشتى.

**إِمْتَسَحَ يَمْتَسِحُ إِمْتِسَاحًا السَّيْفَ:** قىلىچىنى سۇغاردى، قىلىچىنى چىقاردى.

**إِمْتَشَطَ يَمْتَشِطُ إِمْتِشَاطًا الشَّخْصُ:** باش تاردى، چاچ تاردى.

**إِمْتَشَقَ يَمْتَشِقُ إِمْتِشَاقًا الشَّيْءَ:** بۇلاپ كەتتى، ئوغرىلىدى.

**إِمْتَشَقَ السَّيْفَ:** قىلىچىنى سۇغۇرۇپ چىقاردى.

**إِمْتِصَاصٌ:** شورىماق، سۈمۈرمەك، ھاۋانى ئىچىگە تارتماق.

**إِمْتَصَّ يَمْتَصُّ إِمْتِصَاصًا:** شورىدى، سۈمۈردى.

**إِمْتَصَّ الْهَوَاءَ:** نەپەس ئالدى.

**إِمْتَطَلَ يَمْتَطِلُ إِمْتِطَالًا النَّبَاتُ:** ئۆسۈملۈك ئۆستى، شاخلار چىرمىشىپ كەتتى.

**إِمْتَطَى يَمْتَطِي إِمْتِطَاءً الدَّابَّةَ:** ئۇلاغقا مىندى.

**أَمْتَعَهُ يُمْتِعُ إِمْتَاعًا اللّٰهُ بِكَذَا:** ئاللاھ ئۇنى پايدىلانسۇن دەپ ئۆمرىنى ئۇزۇن قىلدى؛ ئاللاھ ئۇنى ئۇنىڭدىن بەھرىمەن قىلسۇن.

**إِمْتَعَضَ يَمْتَعِضُ إِمْتِعَاضًا:** غەزەپلەندى، ئازابلاندى.

**إِمْتَغَطَ يَمْتَغِطُ إِمْتِغَاطًا الشَّيْءُ:** سوزۇلدى، ئۇزۇردى.

**إِمْتَغَغَ النَّهَارُ فِي فَصْلِ الصَّيْفِ:** ياز پەسلىدە كۈن ئۇزۇردى.

**إِمْتَغَغَ الصَّيْفُ:** قىلىچنى سۇغاردى.

**إِمْتَقَعَ يَمْتَقِعُ إِمْتِقَاعًا وَلَدُالنَّاقَةِ مَا فِي الضَّرْعِ:** بوتىلاق ئانىسىنىڭ سۈتىنىڭ ھەممىسىنى ئىمىۋالدى.

**أُمْتُقِعَ:** رەڭگى ئۆڭدى، رەڭگى ئۆزگەردى.

**إِمْتَكَّ يَمْتَكُّ إِمْتِكَاكًا الْعَظْمَ:** يىلىكىنى شوردى.

**إِمْتَلأَ يَمْتَلِئُ إِمْتِلاَءً:** تولدى، تولدۇرۇلدى، توشتى.

**إِمْتَلأَ فُلاَنٌ غَيْظًا:** پالانىنىڭ غەزىپى تاشتى.

**«يَوْمَ نَقُولُ لِجَهَنَّمَ هَلِ امْتَلأْتِ وَتَقُولُ هَلْ مِنْ مَزِيدٍ» (قرآن):** ئۇ كۈندە بىز جەھەننەمگە: «توشتۇڭمۇ؟» دەيمىز، جەھەننەم: «يەنە بارمۇ» دەيدۇ.

**إِمْتِلاَءٌ:** تولماق، توشماق؛ تولدۇرماق.

**إِمْتِلاَكٌ:** ئىگە بولماق، مالىك بولماق، ئىگىلىمەك.

**حَقُّ الْإِمْتِلاَكِ الْفَرْدِيِّ:** خۇسۇسى مۈلۈك ھوقۇقى.

**إِمْتَلَجَ يَمْتَلِجُ إِمْتِلاَجًا:** ئەمدى، شوردى.

**إِمْتَلَجَ الْفَصِيلُ مَافِي الضَّرْعِ:** بوتىلاق ئەمچەكنى ئەمدى.

**إِمْتَلَخَ يَمْتَلِخُ إِمْتِلاَخًا الشَّيْءَ:** يۇلدى، سۇغۇرۇۋالدى.

**إِمْتَلَخَ اللَّحْمَةَ عَنْ عَظْمِهَا:** گۆشنى سۆڭەكتىن شىلىدى.

**إِمْتَلَخَ عَقْلَهُ:** ئەقلىدىن ئازدى، ئەقلىنى يوقاتتى.

**إِمْتَلَكَ يَمْتَلِكُ إِمْتِلاَكًا الشَّيْءَ:** ئىگە بولدى، ئىگىلىدى.

**إِمْتَلَكَ نَوَاحِيَ الْأُمُورِ:** ئىشنىڭ ھەممىسىنى قولغا ئالدى.

**إِمْتَلَّ يَمْتَلُّ إِمْتِلاَلاً الْخُبْزَةَ:** كۆمەچ ياقتى، قوقاستا كۆمەچ پىشۇردى.

**إِمْتَلَّ الشَّخْصُ مِلَّةَ الْإِسْلاَمِ:** ئىسلام دىنىغا كىردى.

**إِمْتِنَاعٌ:** رەت قىلماق؛ مۇمكىن بولماسلىق، باش تارتماق.

**إِمْتِنَانٌ:** مەمنۇن بولۇش، مەمنۇنىيەت، قىلغاننى بىلىش، ياخشىلىقنى ياندۇرۇش.

**«بِكُلِّ امْتِنَانٍ أُقَدِّمُ لَكَ جَزِيْلَ شُكْرِي»:** مەمنۇنىيەت بىلەن ساڭا كۆپ تەشەككۈر بىلدۈرىمەن.

**إِمْتَنَعَ يَمْتَنِعُ إِمْتِنَاعًا عَنْ كَذَا:** توسالدى، چەكلەندى.

**إِمْتَنَعَ الشَّيْءُ:** ئېرىشىش قىيىن بولدى، مۇمكىن بولمىدى.

**«إِمْتَنَعَ عَنْ تَنَاوُلِ الطَّعَامِ الَّذِي وَقَعَ عَلَيْهِ الذُّبَابُ»:** ئۇ چىۋىن قونۇپ قالغان تاماقنى يېيىشتىن باش تارتتى.

**إِمْتَنَعَ الشَّخْصُ بِهِ:** كۈچەيدى، قوغداندى.

**إِمْتَنَّ يَمْتَنُّ إِمْتِنَانًا عَلَيْهِ بِكَذَا:** ئىنئام قىلدى، ئۇنىڭغا بېرىۋەتتى، ئۇنىڭغا سوۋغا قىلدى.

**إِمْتَنَّ عَلَيْهِ:** مىننەت قىلدى، مىننەت قىلىپ رەنجىتتى.

**إِمْتِهَانٌ:** كۆزگە ئىلماسلىق، مەنسىتمەسلىك، سەل قارىماق.

**إِمْتَهَنَ يَمْتَهِنُ إِمْتِهَانًا الشَّخْصُ:** بىرەر كەسىپ بىلەن بولدى.

**إِمْتَهَنَ التِّجَارَةَ:** تىجارەت بىلەن شۇغۇللاندى.

**إِمْتَهَنَ الشَّيْءَ:** خورلىدى، كەمسىتتى.

**إِمْتَهَنَ الْعَمَلَ الْيَدَوِيَّ:** قول ھۈنىرىنى كۆزگە ئىلمىدى.

**إِمْتَهَنَ الرَّجُلَ:** خىزمەتچى قىلىۋالدى، چاكار قىلىۋالدى.

**إِمْتِيَازٌ:** پەرقلىق بولماق، ئايرىم بولماق، ئالاھىدە بولماق.

**إِمْتِيَازٌ ج إِمْتِيَازَاتٌ:** ئەۋزەل، ئۈستۈنلۈك، ئالاھىدە، ئىمتىياز، پەرق، ئايرىمىلىق؛ ئالاھىدە رۇخسەت.

**صَاحِبُ امْتِيَازِ الْجَرِيْدَةِ:** گېزىتنىڭ قانۇنىي مەسئۇلى.

**اَلْإِمْتِيَازَاتُ:** دىپلوماتلار ۋە خەلقئارا تەشكىلاتلارنىڭ خادىملىرى بەھرىمەن بولىدىغان

ئىمتىياز.

**إِلْغَاءُ الْإِمْتِيَازَاتِ الْأَجْنَبِيَّةِ:** چەت ئەل ئىمتىيازلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش.

**أَمْثَل ج أَمَاثِلُ وَمُثْلٌ م مُثْلَى:** ئەڭ ئالىي، ئەڭ ئەۋزەل، ئەڭ ئېسىل، ئەڭ ئىلغار، ئەڭ ئىپىك، ئەڭ مۇنەۋۋەر.

**أَمْثَلُ الْقَوْمِ:** قەۋمنىڭ كاتتىسى، مىللەتنىڭ ئىپىك ئادىمى.

**اَلْمَرِيْضُ الْيَوْمَ أَمْثَلُ:** ئاغرىق بۈگۈن خېلى ياخشى.

**أَمَاثِلُ النَّاسِ:** كىشىلەرنىڭ ياخشىلىرى، ئىلغارلىرى.

**أُمْثُولَةٌ ج أُمْثُولَاتٌ و أَمَاثِيلُ:** ھېكمەتلىك سۆز، ئىبرەتلىك سۆز، ئاتىلار سۆزى؛ تەمسىل قىلىنىدىغان بېيىتلەر؛ ئوقۇغۇچىغا بەلگىلەنگەن دەرس؛ ئۈلگە.

**«جَعَلَهُ أُمْثُولَةً لِلْجَمِيعِ» :** ئۇ ئۇنى ھەممىگە تەمسىل قىلىپ كۆرسەتتى.

**أَمْجَدَ يُمْجِدُ إِمْجَادًا فُلَانًا:** قەدىرلىدى، ئىززەتلىدى، ئۇلۇغلىدى، ماختىدى.

**أَمْجَدُ ج أَمَاجِدُ:** ئەڭ شەرەپلىك، ئەڭ ئېسىل، ئەڭ ئۇلۇغ، ئەڭ ئالىيجاناب.

**أَمْجَلَ يُمْجِلُ إِمْجَالًا الْعَمَلُ يَدَهُ:** ئەمگەك قولىنى قاپارتىۋەتتى.

**أَمْجَلَتْ يَدُهُ:** قولى قاپاردى.

**أَمْحَصَ يُمْحِصُ إِمْحَاصًا الشَّمْسُ:** كۈن تۇتۇلغاندىن كېيىن ئېچىلدى.

**أَمْحَضَ يُمْحِضُ إِمْحَاضًا فُلَانًا النُّصْحَ:** سەممىي نەسىھەت قىلدى، دوستلۇق ئىزھار قىلدى.

**أَمْحَضَهُ الثَّنَاءَ:** ئۇنى ماختاپ كۆككە كۆتۈردى.

**أَمْحَقَ يُمْحِقُ إِمْحَاقًا الْمَالُ:** مال زىيانغا ئۇچرىدى.

**أَمْحَقَ الْقَمَرُ:** ئاي تۇتۇلدى، نۇرى ئۆچتى.

**أَمْحَكَ يُمْحِكُ إِمْحَاكًا الشَّخْصُ:** جېدەلخور بولدى، تالاشقاق بولدى.

**أَمْحَلَ يُمْحِلُ إِمْحَالًا الْمَطَرُ:** قۇرغاقچىلىق بولدى، ھۆل - يېغىن بولمىدى.

**أَمْحَلَ الْأَرْضُ:** يەر قاقاسلىققا ئايلاندى.

**أُمْحُوضَةٌ:** سەممىي نەسىھەت، خەيرىخاھلىق.

**أَمَخَّ يُمِخُّ إِمْخَاخًا الْعَظْمُ:** سۆڭەككە يىلىك قوندى.

**أَمَدٌ ج آمَادٌ:** مۇددەت، ۋاقىت، قەرەل، مەزگىل، دائىرە؛ غايە.

**مُنْذُ أَمَدٍ بَعِيدٍ:** ئۇزۇندىن بۇيان.

**«قُلْ إِنْ أَدْرِي أَقَرِيبٌ مَاتُوْعَدُوْنَ أَمْ يَجْعَلُ لَهُ رَبِّي أَمَدًا» «قرآن» :** (ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «سىلەرگە ئاگاھلاندۇرۇلغان ئازاب يېقىنمۇ؟ ياكى پەرۋەردىگارىم ئۇنىڭغا (ئۇزاق) ۋاقىت تەيىن قىلامدۇ؟ ئۇقمايمەن».

**«تَوَدُّ لَوْ أَنَّ بَيْنَهَا وَبَيْنَهُ أَمَدًا بَعِيدًا» «قرآن» :** ئۆزى بىلەن يامان ئىشلىرىنىڭ ئارىسىدا ئۇزۇن مۇسابە بولۇشىنى ئارزۇ قىلىدۇ.

**قَصِيرُ الْأَمَدِ:** قىسقا مۇددەت.

**أَمَدُ الْحَيَاةِ:** ھايات مۇددىتى.

**«أَقَامَ فِي هَذِهِ الْبِلَادِ أَمَدًا طَوِيلًا» :** بۇ مەملىكەتتە ئۇزۇن زامان تۇردى.

**إِمْدَادٌ:** ياردەم؛ ياردەملەشمەك، ياردەم قىلماق، قوللىماق، ئىئانە قىلماق.

**أَمَدَّ يُمِدُّ إِمْدَادًا الرَّجُلَ:** ياردەم بەردى، ياردەم قىلدى؛ ئاتا قىلدى، مۆھلەت بەردى، مۇددەتنى سوزدى.

**أَمَدَّهُ بِمَالٍ كَثِيرٍ:** ئۇنىڭغا نۇرغۇن ئىقتىسادىي ياردەم بەردى.

**«أَمَدَّكُمْ بِأَنْعَامٍ وَبَنِينَ وَجَنَّاتٍ وَعُيُونٍ» «قرآن» :** ئۇ سىلەرگە چارۋىلارنى، ئوغۇللارنى، باغلارنى، بۇلاقلارنى ئاتا قىلدى.

**«فَلَمَّا جَاءَ سُلَيْمَانَ قَالَ أَتُمِدُّونَنِ بِمَالٍ» «قرآن» :** ئەلچى سۇلايماننىڭ ئالدىغا يېتىپ كەلگەندە، سۇلايمان ئېيتتى: «سىلەر ماڭا مال بىلەن ياردەم قىلماقچىمۇ؟».

**أَمَدَّ الْجُرْحُ:** جاراھەت يىرىڭلىدى.

**أَمَدَّهُ اللّٰهُ فِي الْخَيْرِ:** ئاللاھ ئۇنىڭغا كۆپ ياخشىلىق ئاتا قىلدى.

**أَمَدَّ اللّٰهُ عُمْرَهُ:** ئاللاھ ئۇنىڭ ئۆمرىنى ئۇزۇن قىلسۇن.

**أَمْدَرُ م مَدْرَاءُ ج مُدْرٌ:** يوغان قورساق ئادەم؛ تازىلىقتا كۆڭۈل بۆلمەيدىغان ئادەم.

**أُمْدُوحَةٌ ج أَمَادِيْحُ:** مەدھىيە شېئىرى.

**أَمْدَى يُمْدِي إِمْدَاءً الشَّخْصُ:** ياشىنىپ قالدى، يېشى چوڭقايدى.

**أَمْدَاهُ:** مۆھلەت بەردى، مۇددەتنى ئۇزارتتى.

**أَمْدَرُ م مَدْرَاءُ ج مُدْرٌ:** ھاجەتخانىغا كۆپ بارىدىغان ئادەم.

**أَمَرَ يَأْمُرُ أَمْرًا وَآمَرَةً وَإِمَارًا الشَّيْءَ وَبِالشَّيْءِ:** بۇيرىدى، بۇيرۇق قىلدى، بۇيرۇق چۈشۈردى.

**«وَلْتَكُنْ مِنْكُمْ أُمَّةٌ يَدْعُونَ إلى الْخَيْرِ وَيأْمُرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَيَنْهَوْنَ عَنِ الْمُنْكَرِ» «قرآن»:** سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا خەيرلىك ئىشلارغا دەۋەت قىلىدىغان، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلارنى مەنئى قىلىدىغان بىر جامائە بولسۇن.

**«أَمَرَ الرَّئِيْسُ بِإِطْلَاقِ سَرَاحِ السُّجَنَاءِ»:** باشلىق تۈرمىدىكىلەرنى قويۇپ بېرىشكە بۇيرىدى.

**أَمَرَ عَلَيْهِمْ:** ئۇلارغا باشلىق بولدى، ئۇلارغا بەگ بولدى.

**أَمِرَ يَأْمَرُ أَمْرًا و إِمَارَةً وَ أَمَرَ يَأْمُرُ أَمْرًا وَ إِمْرَةً وَإِمَارَةً:** ئەمىر بولدى، بەگ بولدى، باشلىق بولدى.

**أَمْرٌ:** بۇيرۇق قىلىش، تاپىلاش، تەيىنلەش، بەلگىلەش.

**صِيْغَةُ الْأَمْرِ:** بۇيرۇق پېئىلى.

**اَلْأَمْرُ الْمَلِكِيُّ:** خاننىڭ يارلىقى، خاننىڭ پەرمانى.

**صَاحِبُ الْأَمْرِ وَالنَّهْيِ:** ھۆكۈمران.

**مَهْمَا يَكُنْ مِنْ أَمْرٍ:** قانداقلا بولمىسۇن، قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر.

**أَمْرٌ ج أُمُوْرٌ:** مەسىلە، ئىش، ماۋزۇ.

**«مَهْمَا يَكُنْ مِنْ أَمْرٍ فَإِنَّهُ لَا بُدَّ مِنْ إِيْجَادِ حَلٍّ سَرِيْعٍ لِهَذِهِ الْمُشْكِلَةِ»:** قانداق ئىش بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، تېز سۈرئەتتە بۇ مەسىلىنى ھەل قىلىشنىڭ چارىسىنى تېپىشى كېرەك.

**فِي أَوَّلِ الْأَمْرِ:** ئىشنىڭ بېشىدىلا، دەسلىپىدە، بېشىدا، ئالدىدا.

**أَوَّلَ الْأَمْرِ:** ئىشنىڭ بېشىدا، ئالدىدا.

**فِي بَادِئِ الْأَمْرِ:** ئىشنىڭ بېشىدا، ئالدىدا.

**بَادِئَ الْأَمْرِ:** ئىشنىڭ بېشىدا، ئالدىدا.

**«وَافَقَ أَوَّلَ الْأَمْرِ عَلَى الْمُشَارَكَةِ فِي الْمَشْرُوعِ وَلَكِنَّهُ اِعْتَذَرَ فِيْمَا بَعْدُ»:** ئۇ دەسلەپتە پىلانغا قوشۇلدى، لېكىن كېيىن ئۇ ئۆزرە بايان قىلدى.

**اَلْأَمْرُ الْوَاقِعُ:** ئوبيېكتىپ ۋەزىيەت.

**«لَا يَعْرِفُ مِنْ أَمْرِهِ إِلَّا أَنَّهُ تَرَكَ الرِّيْفَ وَانْتَقَلَ إِلَى الْعَاصِمَةِ لِلدِّرَاسَةِ»:** ئۇ يېزىنى تاشلاپ پايتەختكە ئوقۇش ئۈچۈن كەتكەنلىكىدىن باشقا ئىشنى بىلمەيدۇ.

**«كَانَ بِيَدِهِ الْأَمْرُ وَالنَّهْيُ»:** ئۇ دېگىنىنى دېگەن، قىلغىنىنى قىلغان ئادەم ئىدى.

**صَاحِبُ الْأَمْرِ وَالنَّهْيِ فِي كُلِّ مَوْضُوعٍ:** ھەر ماۋزۇدا گېپى ئۆتىدىغان ئادەم.

**«أَصْدَرَتِ الْحُكُومَةُ أَمْرًا «أَوْ أُمُورًا» بِمَنْعِ السَّفَرِ إِلَى الْخَارِجِ»:** ھۆكۈمەت چەت ئەلگە سەپەر قىلىشنى چەكلەش توغرىسىدا بۇيرۇق چىقاردى.

**«تُقَاسِي الطَّبَقَاتُ الْفَقِيْرَةُ الْمَغْلُوبَةُ عَلَى أَمْرِهَا مِنْ فَسَادِ الْحُكْمِ»:** مەھكۇملۇقتىكى نامرات تەبىقە كىشىلىرى چىرىك ھاكىمىيەتنىڭ دەردىنى تارتىدۇ.

**بَيْنَ أَمْرَيْنِ:** ئىككى خىل تاللاش ئارىسىدا.

**«نَحْنُ بَيْنَ أَمْرَيْنِ إِمَّا أَنْ نَقْبَلَ سِيَاسَةَ الْأَمْرِ الْوَاقِعِ أَوْ نُوَاصِلَ كِفَاحَنَا»:** بىز ئىككى خىل تاللاش ئارىسىدا تۇرىۋاتىمىز، يا ئوبيېكتىپ ۋەزىيەتنىڭ سىياسىتىنى قوبۇل قىلىشىمىز، يا كۈرۈشىمىزنى داۋاملاشتۇرۇشىمىز لازىم.

**أَمْرٌ مَّا:** مەلۇم ئىش.

**«لَيْسَ لَكَ مِنَ الْأَمْرِ شَيْءٌ» «قرآن»:** ھېچ ئىش سېنىڭ ئىختىيارىڭدا ئەمەس.

**«وَأَمْرٌ بِالْمَعْرُوفِ صَدَقَةٌ» «حديث»:** ئەمر -

مەئرۇف سەدىقە ئورنىدا بولىدۇ.

**أَمْرٌ بَدِيهِيٌّ**: چۈشىنىشلىك ئىش، ئوچۇق مەسىلە.

**أَمْرٌ وَاقِعِيٌّ**: ئەمەلىي ئىش، نەق ئىش، رېئال ئىش، ئوبيېكتىپ ئىش.

**تَحْتَ أَمْرِكَ**: خىزمىتىڭگە تەييار، باش ئۈستىگە.

**أُولُو الْأَمْرِ**: ئىش ئۈستىدىكىلەر، ھاكىمىيەت ئۈستىدىكىلەر.

**لِأَمْرٍ مَّا**: مەلۇم سەۋەبتىن.

**أَمْرٌ مَعْلُومٌ**: مەلۇم ئىش، بەلگىلىك ئىش.

**أَمْرٌ ذُوبَالٍ**: مۇھىم مەسىلە.

**غُلِبَ عَلَى أَمْرِهِ**: قاتتىق مەغلۇپ بولدى، تەلتۆكۈس يېڭىلدى.

**وَلِيُّ الْأَمْرِ**: ھۆكۈمران، ئىش بېشىدىكى ئادەم، باشلىق.

**قُضِيَ الْأَمْرُ**: ئىش تۈگىدى، ئىش پۈتتى.

**صَغَائِرُ الْأُمُورِ**: ئۇششاق - چۈششەك ئىشلار، پارچە - پۇرات ئىشلار.

**إِمْرٌ**: چوڭ ئىش، قاتتىق ئىش، قىزىق ئىش، ئاجايىپ.

**«قَالَ أَخَرَقْتَهَا لِتُغْرِقَ أَهْلَهَا لَقَدْ جِئْتَ شَيْئًا إِمْرًا»** «قۇرئان»: مۇسا (ئۇنىڭغا): «كېمىدىكىلەرنى غەرق بولۇپ كەتسۇن، دەپ كېمىنى تەشتىڭمۇ؟ سەن ھەقىقەتەن (قورقۇنۇچلۇق) چوڭ بىر ئىشنى قىلدىڭ» دېدى.

**أَمَرَأَ يَمْرِئُ إِمْرَاءً الطَّعَامَ**: تاماقنى سىڭىشلىق ئۆتىدىغان قىلدى.

**أَمْرَأَهُ الطَّعَامُ** : ئۇنىڭغا تاماق ياقتى.

**أَمْرُؤٌ. إِمْرَأٌ. إِمْرِئٌ**: ئىنسان، ئادەم، كىشى، ئەر.

**إِمْرَأَةٌ ج نِسَاءٌ**: ئايال كىشى.

**أَمَرَةٌ**: مۇساپە بەلگىسى، مۇساپە كۆرسەتكۈچ.

**إِمَرَةٌ**: بۇيرۇق؛ قوماندان.

**أَمْرَحَ يُمْرِحُ إِمْرَاحًا الشَّخْصَ**: خۇشال قىلدى، خۇشاللاندۇردى.

**أَمْرَخَ يُمْرِخُ إِمْرَاخًا**: يۇمشاتتى.

**أَمْرَدُ ج مُرْدٌ**: بۇرۇتى خەت تارتقان يىگىت؛ ساقالسىز، كۆسا.

**غُصْنٌ أَمْرَدُ**: ياپراقسىز شاخ.

**أَمَرَّ يُمِرُّ إِمْرَارًا**: ئاچچىق بولدى.

**أَمَرَّهُ بِكَذَا**: بەردى، سۇنۇپ بەردى، ئۆتكۈزۈپ بەردى؛ ئالەمدىن ئۆتكۈزدى، ۋاپات قىلدۇردى.

**أَمَرَّ بِنَظَرِهِ**: كۆزدىن كەچۈردى، قاراپ چىقتى.

**أَمَرَّ الْحَبْلَ**: ئارغامچىنى ئەشتى، ئارغامچىنى تولغىدى.

**أَمَرَّ الشَّيْءَ**: ئۆتكۈزدى، ئۆتكۈزىۋەتتى.

**أَمَرَّ الْأَمْرَ**: پۇختىلىدى.

**أَمَرُّ**: ئىنتايىن جاپالىق، ئىنتايىن قىيىن.

**«بَلِ السَّاعَةُ مَوْعِدُهُمْ والسَّاعَةُ أَدْهَى وَأَمَرُّ»** «قۇرئان»: ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئۇلارغا بېرىلىدىغان ئازاب بۇلا ئەمەس)، قىيامەت ئۇلارغا (ئازاب قىلىنىش) ۋەدە قىلىنغان ۋاقىتتۇر، قىيامەت تېخىمۇ قىيىندۇر، تېخىمۇ جاپالىقتۇر.

**أَمَرَّانِ**: كەمبەغەللىك ۋە قېرىلىق؛ قېرىلىق ۋە كېسەللىك.

**لَقِيَ مِنْهُ الْأَمَرَّيْنِ**: يامانلىق ۋە چوڭ ئىشقا يولۇقتى.

**أَمْرَضَ يُمْرِضُ إِمْرَاضًا الشَّخْصُ**: كېسەل بولدى، ئاغرىپ قالدى.

**أَمْرَضَ الشَّخْصَ**: كېسەل قىلىپ قويدى، ئاغرىتىپ قويدى.

**أَمْرَضَ الضَّجِيجُ أَعْصَابَهُ**: ۋاراڭ - چۇرۇڭ ئۇنىڭ نېرۋىلىرىنى قوچۇۋەتتى.

**أَمْرَطُ م مَرْطَاءُ ج مُرْطٌ**: قاش - كىرپىكلىرى شالاڭ ئادەم.

**أَمْرَعَ يُمْرِعُ إِمْرَاعًا الْمَكَانُ**: جاي مۇنبەت بولدى، ئۈنۈملۈك بولدى، ھوسۇللۇق بولدى.

**أَمْرَغَ يُمْرِغُ إِمْرَاغًا عِرْضَهُ**: نومۇسىنى بۇلغىدى؛ ئابرۇيىغا داغ تەگكۈزدى.

**أَمْرَكَهُ يُمْرِكُ أَمْرَكَةً**: ئۇنى ئامېرىكىغا تەۋە قىلدى.

**أَمْرِيكَا. أَمْرِيكِيَّةٌ**: ئامېرىكا.

أَمْرِيكَا اللَّاتِينِيَّةُ: لاتىن ئامېرىكىسى.

أَمْرِيكَا الْوُسْطَى: ئوتتۇرا ئامېرىكا.

أَمْرِيكَانِ: ئامېرىكا پۇقراسى، ئامېرىكىلىق.

أَمْرِيكِيٌّ: ئامېرىكىلىق، ئامېرىكا پۇقراسى.

اَلْحُكُومَةُ الْأَمْرِيكِيَّةُ: ئامېرىكا ھۆكۈمىتى.

اَلسِّيَاسَةُ الْأَمْرِيكِيَّةُ: ئامېرىكا سىياسىتى.

أَمْسِ: تۈنۈگۈن.

أَمْسِ الْأَوَّلِ: ئۈلۈشكۈن، بۇرناكۈن، ئالدىنقى كۈن.

«كَانَ الْجَوُّ أَمْسِ صَافِيًا»: تۈنۈگۈن ھاۋا ئوچۇق ئىدى.

«اَلَّذِي جَاءَ مِنْ كَاشِغَرَ أَمْسِ هُوَ مَحْمُودٌ»: قەشقەردىن تۈنۈگۈن كەلگەن ئادەم مەھمۇددۇر.

«كَانَ أَمْسُنَا طَيِّبًا»: تۈنۈگۈنىمىز ياخشى بولدى.

«هَلْ هُمْ تَحَدَّثْتُمْ عَنْهُمْ أَمْسِ الْأَوَّلِ»: ئۈلۈشكۈن سىلەر گېپىنى قىلغان كىشىلەر شۇلارمۇ؟

أَوَّلُ أَمْسِ: ئۈلۈشكۈن، بۇرناكۈن، ئالدىنقى كۈنى.

أَوَّلُ مِنْ أَمْسِ: ئۈلۈشكۈن، بۇرناكۈن، ئالدىنقى كۈنى.

«سَافَرَ الْوَفْدُ الْيَوْمَ وَكَانَ قَدْ وَصَلَ الْعَاصِمَةَ أَوَّلَ أَمْسِ»: ئۆمەك بۈگۈن يولغا چىقتى، ئۈلۈشكۈن پايتەختكە يېتىپ كەلگەنىدى.

اَلْأَمْسُ ج آمُسٌ و أُمُوسٌ وآمَاسٌ: يېقىندىن بۇيان.

اَلْأَمْسُ الْبَعِيدُ: يىراق ئۆتمۈش.

اَلْأَمْسُ الْقَرِيبُ: يېقىن ئۆتمۈش.

إِمْسَاكٌ: بېخىللىق قىلماق؛ باش تارتماق؛ قەۋزىيەت بولماق.

إِمْسَاكُ النَّفْسِ: قول ئۈزمەك، تاشلىماق.

بِهِ إِمْسَاكٌ لَا يُطَاقُ: ئۇ چىدىغۇسىز قەۋزىيەت.

إِمْسَاكِيَّةٌ ج إِمْسَاكِيَّاتٌ: رامزان ئېيىدا سۇھۇرلۇق ۋە ئىپتار ۋاقتى بەلگىلەنگەن ۋاقىت جەدۋىلى.

أَمْسَحُ م مَسْحَاءُ ج مُسْحٌ: سىلىق، تەكشى.

أَمَشَّ إِلَيَّ: ئىنتايىن ئېھتىياجلىق.

أَمْسَكَ يُمْسِكُ إِمْسَاكًا الشَّيْءَ: چىڭ تۇتتى، تۇتتى.

أَمْسَكَ اللّٰهُ الْغَيْثَ: ئاللاھ تائالا يامغۇرنى توختاتتى.

«قُلْ لَوْ أَنْتُمْ تَمْلِكُونَ خَزَائِنَ رَحْمَةِ رَبِّي إِذًا لَأَمْسَكْتُمْ خَشْيَةَ الْإِنْفَاقِ» «قرآن»: ئەگەر پەرۋەردىگارىمنىڭ رەھمەت خەزىنىلىرى سىلەرنىڭ قولۇڭلاردا بولسا، چىقىمدىن (يەنى تۈگەپ كېتىشتىن) قورقۇپ، چوقۇم بېخىللىق قىلاتتىڭلار.

أَمْسَكَ بِغَيْرِهِ: ئېسىلدى.

أَمْسَكَ عَنِ الْكَلَامِ: سۆزلىمىدى، سۈكۈت قىلدى، جىم تۇردى.

أَمْسَكَ الرَّجُلُ: بېخىللىق قىلدى.

أَمْسَكَهُ: ئۇنى تۇتۇۋالدى.

«أَمْسَكَ الْفَرِيقُ الْأَوَّلُ بِطَرَفِ الْحَبْلِ»: ئا گۇرۇپپا ئارغامچىنىڭ بىر تەرىپىنى تۇتتى.

«لَا تَنْتَظِرْ غَدَكَ. فَأَمْسِكِ الْمُنْبِئَ عَنْهُ»: ئەتىنى كۈتمە، ئۇنىڭدىن خەۋەر بەرگۈچىنى تۇت.

أَمْسَكَ بِهِ: يېپىشتى، چاپلاشتى، يېقىندى؛ ساقلىدى.

أَمْسَكَ بِرَقَبَتِهِ: گېجگىسىدىن ئالدى.

أَمْسَكَ عَنِ الشَّيْءِ: چەكلەندى، باش تارتتى.

أَمْسَكَ الْمَرِيضُ عَنِ الطَّعَامِ: كېسەل پەرھىز تۇتتى.

أَمْسَكَ رَمَقَهُ: ھاياتىنى ساقلاپ قالدى.

أَمْسَى يُمْسِي إِمْسَاءً: كېچە بولدى، كەچ بولدى؛ ئايلاندى، ئۆزگەردى.

«فَسُبْحَانَ اللّٰهِ حِينَ تُمْسُونَ وَحِينَ تُصْبِحُونَ» «قرآن»: سىلەر ئاخشامدا ۋە ئەتىگەندە ئاللاھقا تەسبىھ ئېيتىڭلار.

أَمْسَى الْجَوُّ صَحْوًا: ھاۋا ئېچىلىپ كەتتى.

أَمْسَى الرَّجُلُ: كەچقۇرۇندا بولدى؛ كەچلىدى،

كەچ قىلدى.

**أُمْسِيَّةٌ ج أُمْسِيَّاتٌ وَأَمَاسِيُّ:** كەچقۇرۇن، كېچە، تۈن.

**أَتَاهُ أُمْسِيَّةً أَمْسِ:** ئۇنىڭ يېنىغا تۈنۈگۈن كەچقۇرۇن كەلدى.

**أُمْسِيَّةٌ شِعْرِيَّةٌ:** شېئىرىيەت كېچىلىكى.

**يُنَظِّمُ النَّادِي أُمْسِيَّةً ثَقَافِيَّةً:** كۇلۇب مەدەنىيەت كېچىلىكى تەشكىللەيدۇ.

**أَمْشَى يُمْشِي إِمْشَاءً:** ماگغۇزدى، يۈرگۈزدى.

**أَمْشَاهُ الدَّوَاءُ:** دورا ئۇنىڭ ئىچىنى ماگغۇزدى، ئىچىنى سۈرگۈزدى.

**أَمَصَّ يُمِصُّ إِمْصَاصًا الشَّيْءَ:** شوراتقۇزدى، سۈمۈرگۈزدى.

**إِمْضَاءٌ ج إِمْضَاءَاتٌ:** ئىمزا قويماق، قول قويماق؛ ئىمزا؛ ئورۇنلىماق.

**مُعَاهَدَةٌ بِإِمْضَاءِ رَئِيسِ الدَّوْلَةِ:** دۆلەت رەئىسىنىڭ ئىمزاسى قويۇلغان كېلىشىم.

**صَاحِبُ الْإِمْضَاءِ:** ئىمزا قويغۇچى، قول قويغۇچى.

**إِمْضَاءٌ مُسْتَعَارٌ:** تەخەللۇس.

**«يَحْتَاجُ إِقْرَارُ هَذَا الْمَوْضُوعِ إِلَى إِمْضَاءَاتٍ كَثِيرَةٍ»** : بۇ ماۋزۇنى مۇقىملاشتۇرۇش نۇرغۇن ئىمزالارغا موھتاج.

**أَمَضَّ يُمِضُّ إِمْضَاضًا الْأَمْرُ الرَّجُلَ:** قىيىن بولدى، جاپالىق بولدى.

**أَمَضَّ الْجُرْحُ فُلَانًا:** يارا ئاغرىتتى، ئەلەم قىلدى، ئازابلىدى.

**أَمْضَى يُمْضِي إِمْضَاءً الْحُكْمَ:** ھۆكۈمنى يۈرگۈزدى، ھۆكۈمنى ئىجرا قىلدى.

**أَمْضَى الْبَيْعَ:** سودىنى كېلىشتى.

**أَمْضَى الْوَثِيقَةَ:** توختامغا قول قويدى.

**أَمْطَرَ يُمْطِرُ إِمْطَارًا السَّمَاءُ:** يامغۇر ياغدى.

**أُمْطِرَهُ:** يامغۇردا قالدى.

**«وَأَمْطَرْنَا عَلَيْهِمْ حِجَارَةً» «قرآن»** : ۋە ئۇلارنىڭ ئۈستىگە (يامغۇردەك) ساپال تاش ياغدۇردۇق.

**«أُمْطِرَهُ بَوَابِلٍ مِنَ الشَّتَائِمِ»** : ئۇنى تىل - ئاھانەتكە كۆمۈۋەتتى.

**أَمْطَى يُمْطِي إِمْطَاءً الدَّابَّةَ:** ئۇلاغقا مىندى.

**إِمْعَانٌ:** چوڭقۇرلىماق، ئىنچىكىرىلىمەك.

**إِمْعَانُ النَّظَرِ:** دىققەت قىلماق، كۆڭۈل بۆلمەك؛ چوڭقۇر ئويلىماق.

**إِمْعَانٌ فِي الْعَمَلِ:** جاپاغا چىداپ ئىشلىمەك، تىرىشىپ ئىشلىمەك، باش چۆكۈرۈپ ئىشلىمەك.

**إِمْعَانٌ فِي الْبَغْيِ وَالطُّغْيَانِ:** زورلۇق - زومبۇلۇق قىلىش.

**أَمْعَرَ يُمْعِرُ إِمْعَارًا الشَّعْرُ:** چاچ چۈشتى.

**أَمْعَرَ الْحَيَوَانُ:** ھايۋان تۈك تاشلىدى.

**أَمْعَرَ الرَّجُلُ:** نامراتلىشىپ كەتتى.

**أَمْعَرَ الْأَرْضُ:** زېمىن قاقاسلىشىپ كەتتى.

**الْأَمْعَرُ:** تاز، تۈكسىز، تاقىر.

**أَمْعَزُ م مَعْزَاءُ ج مُعْزٌ:** قاتتىق؛ ئۆچكە كۆپ جاي.

**مَكَانٌ أَمْعَزُ:** قاتتىق يەر.

**أَمْعَطُ:** قاقاس، تاقىر.

**رَأْسٌ أَمْعَطُ:** پايىنەكباش.

**أَمْعَنَ يُمْعِنُ إِمْعَانًا فِي كَذَا:** چوڭقۇرلىدى، ئىنچىكىرىلىدى.

**أَمْعَنَ النَّظَرَ فِي الْمَسْأَلَةِ:** مەسىلىنى چوڭقۇر كۆزەتتى.

**أَمْعَنَ الشَّخْصُ:** قاچتى، يىراقلاشتى؛ پۇلدار بولدى، مالدار بولدى.

**أَمْعَنَ الشَّخْصُ بِالْحَقِّ:** ھەقنى ئىنكار قىلغاندىن كېيىن ئېتىراپ قىلدى.

**أَمْعَنَ فِي الْأَمْرِ:** ئىنچىكىلىك بىلەن تەكشۈردى.

**أَمْعَنَ فِي السَّيْرِ:** تېز ماڭدى.

**«أَمْعَنْتُ النَّظَرَ فِي هَذِهِ الْمَسْأَلَةِ»** : بۇ مەسىلىنى چوڭقۇر قاراپ چىقتىم.

**أَمْعَنَتِ الْأَرْضُ:** زېمىن سۇغا قاندى.

**أَمْغَرُ م مَغْرَاءُ ج مُغْرٌ:** قوڭۇر رەڭلىك، جىگەر رەڭلىك.

**أَمْقٌ ج آمَاقٌ:** كۆز قۇيرۇقى، كۆز ئۇچى، كۆز

بۇرجىكى.

**مَاءُ الْآمَاقِ:** كۆز يېشى.

**أَمْقَرَ يُمْقِرُ إِمْقَارًا السَّمَكَةَ الْمَالِحَةَ:** تۇزلۇق بېلىقنى (سۇغا) چىلىدى.

**إِمْكَانٌ:** قابىلىيەتلىك بولماق، ئىقتىدارلىق بولماق؛ مۇمكىن بولماق.

**عِنْدَ الْإِمْكَانِ:** مۇمكىن بولغان چاغدا.

**عَلَى قَدْرِ الْإِمْكَانِ:** مۇمكىن قەدەر، ئىمكانىيەتنىڭ بارىچە.

**عَدَمُ الْإِمْكَانِ:** مۇمكىن ئەمەس، ئىمكانىيەت يوق.

**إِمْكَانِيَّةٌ ج إِمْكَانِيَاتٌ:** ئىمكانىيەت؛ قۇدرەت، كۈچ - قۇۋۋەت.

«**إِمْكَانِيَاتُ الدَّوْلَةِمَحْدُودَةٌ**»: دۆلەتنىڭ كۈچ-قۇۋۋىتى چەكلىك.

**أَمْكَثَ يُمْكِثُ إِمْكَاثًا الشَّخْصَ:** تۇرغۇزدى، تۇرۇشقا زورلىدى.

**أَمْكَنَ يُمْكِنُ إِمْكَانًا:** ئىمكانىيەت يارىتىپ بەردى، قىلىشقا پۇرسەت يارىتىپ بەردى.

**أَمْكَنَ الْأَمْرُ:** ئاسانلاشتى، قولايلاشتى، شارائىت ھازىرلاندى، پۇرسەت چىقتى.

«**وَإِنْ يُرِيدُوا خِيَانَتَكَ فَقَدْ خَانُوا اللّٰهَ مِنْ قَبْلُ فَأَمْكَنَ مِنْهُمْ**» «قۇرئان»: (ئى مۇھەممەد!) ئەگەر ئۇلار ساڭا خىيانەت قىلماقچى بولسا، ئۇنداقتا ئىلگىرى ئۇلار ئاللاھقا خىيانەت قىلغانىدى، ئاللاھ سېنى ئۇلارنىڭ ئۈستىدىن غالىب قىلدى.

**أَمْكَنَهُ:** قادىر بولدى، قۇدرىتى يەتتى.

«**أَمْكَنَهُ الْقَاضِي مِنَ التَّصَرُّقِ فِي ثَرْوَةِ وَالِدِهِ**»: سوتچى ئۇنى دادىسىنىڭ مال - مۈلكىنى ئىشلىتىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلدى.

«**أَمْكَنَهُ مِنَ الشَّيْءِ**»: ئۇنى بىر ئىشنى قىلالايدىغان قىلدى.

«**يُمْكِنُ أَنْ تُمَارِسَ الرِّيَاضَةَ**»: سەن تەنتەربىيە بىلەن شۇغۇللانساڭ بولىدۇ.

«**فُلَانٌ لَايُمْكِنُهُ النُّهُوضُ**»: پالانىنىڭ ئورنىدىن تۇرۇشى مۇمكىن ئەمەس.

**أَمَلَ يَأْمُلُ أَمَلًا:** ئۈمىد قىلدى، ئارزۇ قىلدى.

**أَمَلَ مِنْهُ:** ئۈمىد قىلدى، كۈتتى.

«**كَانَ يَأْمُلُ مِنْهُ الْعَوْنَ**»: ئۇ ئۇنىڭدىن ياردەم كۈتەتتى.

«**كَانَ يَأْمُلُ أَنْ يَنْجَحَ فِي مُهِمَّتِهِ**»: ئۇ ۋەزىپىسىدە مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشنى ئۈمىد قىلاتتى.

**أَمَلٌ ج آمَالٌ:** ئۈمىد، ئارزۇ، تىلەك.

«**ذَرْهُمْ يَأْكُلُوا وَيَتَمَتَّعُوا وَ يُلْهِهِمُ الْأَمَلُ**» «قۇرئان»: ئۇلارنى مەيلىگە قويۇۋەت، يەپ - ئىچىپ، ئويناپ - كۈلۈپ يۈرسۇن، ئۇلار بىھۇدە ئارزۇلار بىلەن بولۇشۇۋەرسۇن.

**أَمَلٌ كَاذِبٌ:** قۇرۇق خىيال، خام خىيال.

**كُلُّهُ أَمَلٌ:** قاتتىق ئارزۇ، تولۇپ تاشقان ئۈمىد.

«**خَرَجْنَا مِنَ الْاِجْتِمَاعِ وَكُلُّنَا أَمَلٌ بِأَنَّ قَرَارَاتِنَا سَتُنَفَّذُ**»: بىزنىڭ قارارلىرىمىزنىڭ ئىجرا قىلىنىدىغانلىقىغا تولۇپ - تاشقان ئۈمىد بىلەن يىغىندىن قايتىپ چىقتۇق.

**أَمَلٌ وَطِيدٌ:** كۈچلۈك ئارزۇ.

«**لَنَا وَطِيدُ الْأَمَلِ بِأَنَّ قَرَارَكُمْ سَيَكُونُ عَادِلًا**»: قارارىڭلارنىڭ توغرا بولىدىغانلىقىغا ئۈمىدىمىز زور.

«**كَانَ لَهُ أَمَلٌ فِي التَّوَصُّلِ إِلَى حَلٍّ**»: ئۇ مەسىلىنىڭ ھەل بولۇشىنى كۈتەتتى.

«**حَضَرَ فِي الْمَوْعِدِ عَلَى أَمَلِ أَنْ يَلْتَقِيَ بِهِ فَلَمْ يَحْضُرْ**»: ئۇ ئۇنىڭ بىلەن ئۇچرىشىش ئارزۇسىدا دەل ۋاقتىدا كېلىۋىدى، ئۇ كەلمىدى.

«**مَتَى تُتْقِنُ الْعَمَلَ تَبْلُغُ الْأَمَلَ**»: ئىشنى پۇختا قىلساڭ، مەقسەتكە يېتىسەن.

«**مَنْ عَرَفَ أَجَلَهُ قَصَّرَ أَمَلَهُ**»: ئەجىلىنى بىلگەن ئادەم ئۇزاقنى ئارزۇ قىلمايدۇ.

«**مَنْ بَذَلَ مَالَهُ أَدْرَكَ أَمَالَهُ**»: مېلىنى سەرپ قىلغان ئادەم مەقسىتىگە ئېرىشەلەيدۇ.

**إِمْلَاءٌ:** ئاڭلاپ يازماق؛ ئاغزاكى ئېيتىپ بەرمەك.

**اِخْتِبَارُ إِمْلَاءٍ:** يېزىق ئىمتىھانى.

**حِصَّةُ إِمْلَاءٍ:** ئىملا دەرسى.

**إِمْلَاقٌ:** نامراتلىق ، كەمبەغەللىك ، يوقسۇل.

لۇق ، پېقىرلىق.

«وَلَا تَقْتُلُوا أَوْلَادَكُمْ خَشْيَةَ إِمْلَاقٍ» «قۇرئان» : كەمبەغەللىكتىن قورقۇپ بالىلىرىڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار.

أَمْلَحَ يُمْلِحُ إِمْلَاحًا الْمَاءُ: سۇ تۇزلۇق بولدى.

أَمْلَحَ الشَّخْصُ: چىرايلىق سۆز قىلدى.

أَمْلَحَ الطَّعَامَ: تاماقنى تۇزلۇق قىلىۋەتتى.

أَمْلَحُ م مَلْحَاءُ ج مُلْحٌ ج مُلْحَوَاتٌ: تاغىل، ئالىچىپار.

كَبْشٌ أَمْلَحُ: ئالا قوشقار.

أَمْلَدُ م مَلْدَاءُ ج مُلْدٌ: يۇمشاق، مۇلايىم.

رَجُلٌ أَمْلَدُ: كۆسا ئادەم.

أَمْلَسُ م مَلْسَاءُ ج مُلْسٌ: سىلىق، تۈز.

جِلْدَةٌ أَمْلَسُ: ئۇنىڭ تېرىسى سىلىق.

«سَطْحُ هَذِهِ الْمَائِدَةِ أَمْلَسُ» : بۇ ئۈستەلنىڭ ئۈستى سىلىق.

أَمْلَصَ يُمْلِصُ إِمْلَاصًا الرَّجُلُ: پېقىر بولۇپ قالدى.

أَمْلَصَ الشَّيْءَ: سىيرىلدۇردى.

أَمْلَصَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال بالىسىنى چۈشۈرۈۋەتتى.

أَمْلَصُ م مَلْصَاءُ ج مُلْصٌ: ھۆل.

رَجُلٌ أَمْلَصُ: تاقىر باش، پاينەكباش.

«اَلصَّابُونُ أَمْلَصُ» : سوپۇن ھۆل ھەم يۇمشاق.

أَمْلَطُ م مَلْطَاءُ ج مُلْطٌ: تۈكسىز ئادەم.

رَجُلٌ أَمْلَطُ: تاقىر باش، پاينەك باش.

أَمْلَقَ يُمْلِقُ إِمْلَاقًا الشَّخْصُ: كەمبەغەل بولۇپ قالدى، نامراتلاشتى.

أَمْلَقَ الْجِلْدَ: تېرىنى ئاشلىدى.

أَمْلَقَ الدَّهْرُ مَالَهُ: زامان ئۇنىڭ پۇل ـ مېلىنى قولىدىن كەتكۈزۈۋەتتى.

أَمْلَقَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال بالىسىنى چۈشۈرۈۋەتتى.

أَمْلَكَ يُمْلِكُ إِمْلَاكًا الشَّيْءَ: ئىگىدارچىلىقىغا ئالدى، مۈلكىگە ئايلاندۇردى؛ تەقدىم قىلدى، ئۇنىڭ ئىگىدارچىلىقىغا ئۆتكۈزۈپ بەردى.

أَمْلَكَ الْقَوْمُ فُلَانًا عَلَيْهِمْ: پادىشاھ قىلىۋالدى.

أَمْلَكَهُ اِمْرَأَةً: نىكاھلاپ بەردى.

«أَمْلَكَتْ فُلَانَةٌ أَمْرَهَا» : تالاق ئىشى ئايالنىڭ قولىغا تاپشۇرۇلدى.

أَمَلَّ يُمِلُّ إِمْلَالًا الشَّيْءُ الشَّخْصَ: زېرىكتۈردى، مالال قىلدى، مالاللىق يەتكۈزدى؛ ئېغىزچە ئېيتىپ بەردى.

«فَإِنْ كَانَ الَّذِي عَلَيْهِ الْحَقُّ سَفِيهًا أَوْضَعِيفًا أَوْ لَايَسْتَطِيعُ أَنْ يُمِلَّ هُوَ فَلْيُمْلِلْ وَلِيُّهُ بِالْعَدْلِ» «قۇرئان» : ئەگەر قەرز ئالغۇچى ئادەم ئەخمەق بولسا، ياكى (گەپ قىلالماسلىقى، گاچىلىقى، كېكەچلىكى تۈپەيلىدىن) ئۆزى ئېيتىپ بېرەلمىسە، ئۇنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى ئادەم ئادىللىق بىلەن ئېيتىپ بەرسۇن.

أَمْلَى يُمْلِي إِمْلَاءً الْكِتَابَ: ئېيتىپ بېرىپ يازدۇردى.

«أَمْلَى اللهُ الظَّالِمَ» : ئاللاھ تائالا زالىمغا مۆھلەت بەردى.

«فَأَمْلَيْتُ لِلْكَافِرِينَ ثُمَّ أَخَذْتُهُمْ» «قۇرئان» : كۇففارلارغا مۆھلەت بەردىم، ئاندىن ئۇلارنى جازالىدىم.

«وَأُمْلِي لَهُمْ إِنَّ كَيْدِي مَتِينٌ» «قۇرئان» : ئۇلارغا مۆھلەت بېرىمەن، مېنىڭ ئازابىم ھەقىقەتەن قاتتىقتۇر.

«أَمْلَاهُ اللهُ الْعَيْشَ» : ئاللاھ ئۇنىڭ ئۆمرىنى ئۇزۇن قىلدى.

أَمَّ يَؤُمُّ أَمًّا الشَّيْءَ: يۈزلەندى، يۈز تۇتتى.

«يَؤُمُّ السُّيَّاحُ فِلَسْطِينَ لِزِيَارَةِ الْأَرَاضِي الْمُقَدَّسَةِ فِيهَا» : ساياھەتچىلەر پەلەستىندىكى مۇقەددەس جايلارنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن ئۇ يەرگە بېرىشنى كۆزلەيدۇ.

أَمَّ يَؤُمُّ إِمَامَةً وَأَمًّا وَإِمَامًا: ئىمام بولدى، رەھبەر بولدى، يېتەكچى بولدى.

أَمَّ الْقَوْمَ وَبِهِمْ: ئىمام بولۇپ ناماز ئۆتىدى.

أَمَّ يَؤُمُّ و يَأَمُّ أُمُومَةً ـ تِ الْمَرْأَةُ: ئانا بولدى.

أُمٌّ ج أُمَّاتٌ و أُمَّهَاتٌ: ئانا، ئاپا.

«كَأَنَّكُمْ مَوْلُودُونَ مِنْ أُمٍّ وَأَبٍ وَاحِدَةٍ» : سىلەر خۇددى بىر ئانا، بىر ئاتىدىن تۆرەلگەندەك.

«إِنَّ أُمَّهَاتُهُمْ إِلَّاللَّائِي وَلَدْنَهُمْ» «قرآن»: پەقەت ئۇلارنى تۇغقان ئاياللارلا ئۇلارنىڭ ئانىلىرىدۇر.

«آدَمُ أَبُوالْبَشَرِ وَحَوَّاءُ أُمُّهُمْ»: ئادەم بولسا ئىنسانلارنىڭ ئاتىسىدۇر، ھەۋۋا بولسا ئۇلارنىڭ ئانىسىدۇر.

أُمَّهَاتُ الشُّحُوفِ: نوپۇزلۇق گېزىتلەر.

أُمُّ الْخَلِّ: ھاراق.

أُمُّ حُبَابٍ: دۇنيا.

أُمُّ دَرْزَةٍ: دۇنيا.

«لَيْسَ هُنَاكَ خَطَأٌ فَلَقَدْ رَأَيْتُهُ بِأُمِّ عَيْنِي»: بۇ يەردە ھېچقانداق سەۋەنلىك يوق، ئۇنى ئۆز كۆزۈم بىلەن كۆردۈم.

أُمَّهَاتُ الْكُتُبِ: ئاساسلىق مەنبەلەر.

اَللُّغَةُ الْأُمُّ: ئانا تىل.

اَلْوَطَنُ الْأُمُّ: ئانا يۇرت.

أُمَّهَاتُ الْمُدُنِ: ئاساسلىق شەھەرلەر، مۇھىم شەھەرلەر.

أُمُّ الشُّعُوْرِ: مەجنۇنتال.

أُمُّ الْقِرَى: ئوت.

أُمُّ الْقُرْآنِ: سۈرە فاتىھە.

أُمُّ الْقُرَى: مەككە ـ مۇكەررەمە.

«وَهَذَا كِتَابٌ أَنْزَلْنَاهُ مُبَارَكٌ مُصَدِّقُ الَّذِى بَيْنَ يَدَيْهِ وَلِتُنْذِرَ أُمَّ الْقُرَى وَمَنْ حَوْلَهَا» «قرآن»: بۇ (قۇرئان)نى مەككە ئاھالىسىنى ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكىلەرنى ئاگاھلاندۇرۇشىڭ ئۈچۈن بىز نازىل قىلغان.

أُمُّ دَرَنٍ: دۇنيا.

أُمُّ دَفَارٍ: دۇنيا.

أُمُّ الْبَشَرِ: ھاۋا ئانا.

أُمُّ الْخَبَائِثِ: يامانلىقنىڭ ئانىسى (ھاراق).

أُمُّ الرَّأْسِ: دىماغ.

أُمُّ حِلْسٍ: سىدە ئېيشەك.

أُمُّ دَرِينٍ: قاقاس زېمىن.

أُمُّ الدِّمَاغِ: دىماغ ئۈستىدىكى نېپىز تېرە.

أُمُّ دَفْرٍ: دۇنيا؛ مۇسىبەت.

أُمُّ الْكِتَابِ: لەۋھۇلمەھفۇز.

أُمُّ الْمَلِكِ: خانىش، پادىشاھنىڭ ئانىسى، خان ئانا.

أُمُّ قَشْعَمٍ: ئۆلۈم؛ ئۇرۇش؛ سىرتلان؛ ھادىسە.

أُمُّ الدُّهَيْمِ: بالايىئاپەت، مۇسىبەت.

أُمُّ الرَّبِيسِ: دۇنيا؛ مۇسىبەت.

أُمُّ الرَّقُوبِ: مۇسىبەت.

أُمُّ الرِّمَالِ: سىرتلان.

أُمُّ الْخُلُولِ: قۇلۇلە.

أُمُّ زَنْبَقٍ: ھاراق.

أُمُّ السَّمْعِ: دىماغ.

أُمُّ السَّمِيعِ: دىماغ.

أُمُّ شَمْلَةٍ: ھاراق؛ دۇنيا.

أُمُّ حَبَّارٍ: بالا ـ قازا، ئاپەت، ھادىسە.

أُمُّ صَبُّورٍ: بالا ـ قازا، ئاپەت، ھادىسە.

أُمُّ طَبَقٍ: بالا ـ قازا، ئاپەت، ھادىسە.

أُمُّ عَامِرٍ: سىرتلان.

أُمُّ عَمْرٍو: سىرتلان.

أُمُّ عَوْفٍ: چېشى چېكەتكە.

أُمُّ قَشْعَلٍ: بالا ـ قازا، ھادىسە، ئاپەت، مۇسىبەت، ئۆلۈم.

أُمُّ الْمَسَائِلِ: ئاساسىي تېما، توپ مەزمۇن.

أُمُّ النُّجُومِ: سامان يولى.

أُمُّ قُوبٍ: بالا ـ قازا، مۇسىبەت، ھادىسە.

أُمُّ كَلْبَةٍ: قىزىتما.

أُمُّ اللُّهَيْمِ: ئۆلۈم، قىزىتما، مۇسىبەت.

أُمُّ لَيْلَى: قىزىل ھاراق.

أُمُّ مِلْدَمٍ: قىزىتما.

أُمُّ هُبَيْرَةٍ: چېشى پاقا.

**أُمُّ الْوَلِيدِ:** مېكىيان.

**يَاأُمَّاهُ:** ئانام، ئاناموي.

**أَمَمٌ:** يېقىن، ئېلىش ئوڭاي.

**أَمَّا:** يۈنىلىش قوشۇمچىسى: غا، قا، گە، كە: ... گە كەلسەك دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈ-رىدۇ.

**أَمَّا الْعُلُومُ فَكُلُّهَا نَافِعٌ:** ئىلىملەرگە كەلسەك، ئۇلارنىڭ ھەممىسى پايدىلىقتۇر.

**أَمَّا:** كېلىدىغان بولساق، ... بولسا.

**«وَأَمَّا مَنْ جَاءَكَ يَسْعَى وَهُوَ يَخْشَى فَأَنْتَ عَنْهُ تَلَهَّى»** «قرآن» : سەندىن مەرىپەت تىلەپ، ئاللاھدىن قورققان ھالدا يۈگۈرۈپ كەلگەن كىشىگە كەلسەك، سەن ئۇنىڭغا قارىماي قويى-سەن.

**«فَأَمَّا الَّذِينَ آمَنُوا فَيَعْلَمُونَ أَنَّهُ الْحَقُّ»** «قرآن» : مۆمىنلەر بولسا ئۇنى ھەق دەپ بىلىدۇ.

**«تَدْعُوا الْقَوْمِيَّةُ الْعَرَبِيَّةُ إِلَى وَحْدَةِ الْعَرَبِ أَمَّا الْحَرَكَاتُ الْإِسْلَامِيَّةُ فَتَسْعَى إِلَى تَوْحِيدِ الْمُسْلِمِينَ»** : ئەرەب مىللەتچىلىكى ئەرەبلەر-نىڭ بىرلىكىنى تەشەببۇس قىلىدۇ، ئىسلام ھەرىكەتلىرىگە كېلىدىغان بولساق، ئۇ مۇسۇل-مانلارنىڭ بىرلىشىشىنى تەشەببۇس قىلىدۇ.

**أَمَّابَعْدُ:** (سۆزنىڭ يېڭى باشلانغانلىقىنى كۆرسە-تىدىغان ئىبارە بولۇپ، كۆپىنچە خەت - چەكلەردە، نۇتۇقلاردا كىتابلارنىڭ مۇقەددى-مىسىدە قوللىنىلىدۇ.)

**«أَمَّا بَعْدُ. وَصَلَتْنِي رِسَالَتُكَ بَعْدَ انْتِظَارٍ طَوِيلٍ»** : سىېنىڭ خېتىڭ ئۇزۇن كۈتكەندىن كېيىن ماڭا تەگدى.

**إِمَّا:** ياكى.

**اَلْعَدَدُ إِمَّا فَرْدٌ وَ إِمَّا زَوْجٌ:** رەقەم، تاق سان ياكى جۈپ ساندۇر.

**«لَكَ أَنْ تَزُورَنِي إِمَّا فِي الْمَكْتَبِ وَإِمَّا فِي بَيْتِنَا»** : سەن مېنى ئىشخانىدا ياكى ئۆيىمىز-دە يوقلىساڭ بولىدۇ.

**«صَدَرَ الْكِتَابُ إِمَّا فِي أَوَائِلِ هَذَا الْعَامِ وَإِمَّا فِي أَوَاخِرِ السَّنَةِ الْمَاضِيَةِ»** : كىتاب ياكى بۇ يىلىنىڭ بېشىدا ياكى ئۆتكەن يىلىنىڭ ئاخىرىدا نەشىردىن چىقتى.

**«سَيَأْتِي إِمَّا يَوْمَ السَّبْتِ وَإِمَّا يَوْمَ الْأَحَدِ»** : شەنبە كەلمىسە يەكشەنبە كېلىدۇ.

**أَمَّارٌ:** قۇتراتقۇچى، يامانلىققا باشلىغۇچى.

**اَلنَّفْسُ الْأَمَّارَةُ بِالسُّوءِ:** يامان ئىشلارغا كۆپ بۇيرۇغۇچى؛ نەپىس.

**«وَمَا أُبَرِّئُ نَفْسِي إِنَّ النَّفْسَ لَأَمَّارَةٌ بِالسُّوءِ»** «قرآن» : مەن ئۆزۈمنى ئاقلىمايمەن: «نەپسى دېگەن نەرسە ھەقىقەتەن يامان ئىشلارغا كۆپ بۇيرۇيدۇ».

**أُمَّةٌ ج أُمَمٌ:** مىللەت، جامائە، ئۇممەت، خەلق؛ ياخشى خىسلەتلىك ئادەم؛ ئانا؛ مەزھەپ؛ زامان، مۇددەت، ۋاقىت.

**«إِنَّا وَجَدْنَا آبَاءَنَا عَلَى أُمَّةٍ»** «قرآن» : بىز ھەقىقەتەن ئاتا - بوۋىلىرىمىزنىڭ بىر خىل دىنغا ئېتىقاد قىلغانلىقىنى بىلىمىز.

**«إِنَّ إِبْرَاهِيمَ كَانَ أُمَّةً قَانِتًا لِلَّهِ حَنِيفًا»** «قرآن» : ئىبراھىم ھەقىقەتەن پېشۋا، ئاللاھقا ئىتائەت-مەن ئىدى.

**«وَكَذَلِكَ جَعَلْنَاكُمْ أُمَّةً وَسَطًا لِتَكُونُوا شُهَدَاءَ عَلَى النَّاسِ»** «قرآن» : شۇنىڭدەك (يەنى سىلەرنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغاندەك) كىشىلەرگە (يەنى ئۆتكەنكى ئۈممەتلەرگە) شاھىت بولۇشۇڭلار ئۈچۈن بىز سىلەرنى ياخشى ئۈممەت قىلدۇق.

**أُمَّةُ مُحَمَّدٍ:** مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممە-تى.

**مَجْلِسُ الْأُمَّةِ:** پارلامېنت، مىللىي كېڭەش.

**«اَلْأُمَّةُ بِعُلَمَائِهَا»** : ئۈممەت ئالىملىرى بىلەن ئۈممەت بولىدۇ.

**«قِيمَةُ الْأُمَّةِ بِشَبَابِهَا»** : ئۈممەتنىڭ قەدرى - قىممىتى ياشلىرى بىلەن بولىدۇ.

**إِمَّحَقَ يَمَّحِقُ إِمِّحَاقًا النَّبَاتُ:** ئوت - چۆپ قۇرۇپ كەتتى، خازان بولدى.

**إِمَّحَقَ الشَّيْءُ:** بەربات بولدى، يوقالدى.

**إِمَّحَقَ الْقَمَرُ:** ئاي ئاخىرىدا ئاي كۆرۈنمەسكە تاس قالدى.

**إِمَّحَى يَمَّحِي إِمِّحَاءً الشَّيْءُ:** ئۆچتى، يوقالدى،

**بَابِلُ:** ئىراقتىكى فۇرات دەرياسى بويىدىكى قەدى-مىي شەھەر نامى.

**بَابِلِيٌّ:** بابىلغا مەنسۇپ، بابىللىق؛ سېھىرگەر.

**بَابُوجٌ ج بَوَابِيجُ:** ساپما كەش، سوكسىز كەش، كالاچ.

**بَابُورٌ ج بَابُورَاتٌ وَ بَوَابِيرُ:** پارماشىنىسى، ھور ماشىنىسى.

**بَابُورٌ بَحْرِيٌّ:** پاراخوت.

**بَابُورُ سِكَّةِ الْحَدِيدِ:** پاراۋوز.

**بَابُورُالْجَازِ:** گاز ئوچاق، كىرسىن ئوچاق.

**بَابُونَجٌ:** ماي چېچەك.

**مَغْلِيُّ الْبَابُونَجِ:** ماي چېچەك چېيى.

**بَابَوِيٌّ:** رىم پاپاسىغا مەنسۇپ.

**بَاتَ يَبَاتُ و يَبِيتُ بَيْتًا وبَيَاتًا وبَيْتُوتَةً وَمَبِيتًاوَمَبَاتًا فِي الْمَكَانِ:** بىر جايدا قونىدى، كېچىنى ئۆتكۈزدى.

**«وَالَّذِينَ يَبِيتُونَ لِرَبِّهِمْ سُجَّدًاوَقِيَامًا» «قرآن»:** ئۇلار كېچىلەرنى پەرۋەردىگارىغا سەجدە قىلىش ۋە قىيامدا تۇرۇش بىلەن ئۆتكۈزىدۇ.

**بَاتَ فُلاَنٌ:** ئۇنىڭ ئۆيىدە قونىدى، ئۇنىڭ يېنىدا قونىدى.

**بَاتَ يَفْعَلُ كَذَا:** ئىشنى كېچىدە قىلدى، قىلىشقا باشلىدى.

**بَاتَ الشَّيْءُ:** قونۇپ قالدى.

**«بَاتَ عِنْدَ صَدِيقِهِ أَوْ فِي بَيْتِ صَدِيقِهِ»:** دوستىنىڭ يېنىدا ياكى دوستىنىڭ ئۆيىدە قونۇپ قالدى.

**«بَاتَ مِنَ الْمُقَرَّرِ أَنْ يَجْتَمِعَ مَجْلِسُ الأَمْنِ»:** خەۋپسىزلىك كېڭىشىنىڭ يىغىن ئېچىشى مۇقەررەر بولۇپ قالدى.

**«بَاتَ الطَّالِبُ يُوَاصِلُ دِرَاسَتَهُ بِالرَّغْمِ مِنْ وَضْعِهِ الإِقْتِصَادِيِّ السَّيِّءِ»:** ئوقۇغۇچى ئىقتىسادىنىڭ ناچار بولۇشىغا قارىماي، ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرۇپ كېتەلىدى.

**بَاتٌّ:** قەتئىي، كەسكىن، كەسكۈچى.

**مَنَعَهُ مَنْعًا بَاتًّا:** ئۇنى قەتئىي توستى.

**بَاتِرٌ ج بَوَاتِرُ:** ئۆتكۈر قىلىچ.

**«يَجِبُ أَنْ يَكُونَ سَيْفُ الْعَدَالَةِ بَاتِرًا»:** ئادالەت قىلىچى ئۆتكۈر بولۇشى كېرەك.

**بَاتِنْجَانٌ.بَاتِنْجَانَةٌ ج بَاتِنْجَانَاتٌ:** پەتەنگان، پەمىدەگەن، چەيزە.

**بَاثُولُوجِيَا:** پاتالوگىيە.

**بَاحَ يَبُوحُ بَوْحًا بِالسِّرِّ:** مەخپىيەتلىك ئاشكارا بولدى.

**بَاحَ إِلَيْهِ بِالسِّرِّ:** سىرنى ئاشكارلاپ قويدى.

**«تَعَاهَدَ الضُّبَّاطُ الأَحْرَارُ عَلَى أَلاَّ يَبُوحُوا لِأَحَدٍ بِأَسْرَارِ الثَّوْرَةِ»:** ئەركىن ئوفىتسېرلار ئىنقىلاب سىرلىرىنى ھېچ ئادەمگە تىنماسلىققا كېلىشتى.

**بَاحَةٌ ج بُوحٌ وَ بَاحَاتٌ:** بوش يەر، بىكار يەر، سەينا، ھويلىنىڭ سەيناسى.

**فِي بَاحَةِ هَذِهِ الْجَامِعَةِ:** بۇ ئۇنىۋېرسىتېتنىڭ ئىچىدە.

**بَاحَةُ الطَّرِيقِ:** يولنىڭ ئوتتۇرىسى.

**بَاحَثَ يُبَاحِثُ مُبَاحَثَةً:** مۇنازىرىلەشتى، مۇزاكىرە قىلىشتى.

**بَاحِثٌ:** تەتقىقاتچى، ئىزدەنگۈچى، تەكشۈرگۈچى.

**بَاحِثٌ مُسَاعِدٌ:** ياردەمچى تەتقىقاتچى.

**بَاخَ يَبُوخُ بَوْخًا الْغَضَبُ:** غەزەپ پەسەيدى، غەزەپ بېسىقتى.

**بَاخَ اللَّحْمُ:** گۆش پۇراپ قالدى.

**بَاخَ الطَّعْمُ:** تەمى ئۆزگىرىپ قالدى.

**بَاخَ الشَّيْءُ:** توختىدى، جىمىدى، بوشىدى، پەسكويغا چۈشتى، پەسەيدى.

**بَاخَتِ النَّارُ:** ئوت پەسەيدى.

**بَاخَتِ النُّكْتَةُ:** ئىنچىكە مەسىلە ئەرزىمەس بولۇپ قالدى.

**بَاخِرَةٌ ج بَوَاخِرُ:** ماتورلۇق قېيىق، ماتورلۇق كېمە.

**بَاخِقٌ:** يەكچەشمە، بىر كۆزلۈك.

**بَاخِلٌ ج بُخَّالٌ وَ بُخَّلٌ:** بېخىل، پىخسىق.

بَادَ يَبِيدُ بَيْدًا و بَيَادًا وَبُيُودًا: ھالاك بولدى، يوقالدى، مۇنقەرز بولدى.

بَادَأَ يُبَادِئُ مُبَادَأَةً: ئالدى بىلەن باشلىدى، ئاۋۋال باشلىدى.

بَادَأَ الشَّخْصَ بِالْكَلَامِ: ئالدى بىلەن سۆز قىلدى.

بَادِئٌ: باشلىغۇچى، يېڭى ئۆگەنگۈچى.

بَادِئَ ذِي بَدْءٍ: ئالدى بىلەن، ئەڭ ئالدىدا، دەسلەپىدە، باشلىنىشتا.

«عَلَيْنَا بَادِىءَ ذِي بَدْءٍ أَنْ نَعْتَرِفَ بِالْوَاقِعِ»: بىز ئەڭ ئالدىدا رېئاللىقنى ئېتىراپ قىلىشىمىز كېرەك.

«ظَنَنْتُ بَادِئَ الرَّأْيِ أَنَّ الْقَصِيدَةَ مِنْ شِعْرِ الْمُتَنَبِّي ثُمَّ تَبَيَّنَ لِي خِلَافُ ذَلِكَ»: دەسلەپتە بۇ قەسىدىنى مۇتەنەببىنىڭ شېئىرى دەپ ئويلىغانىدىم، كېيىن ئۇنىڭ ئەكسىچە ئىكەنلىكى ماڭا ئايان بولدى.

بَادِئُ الرَّأْيِ: پىكرى ئاددى، كالىلىسى ئاددى، ئاددى پىكىرلىك، قارىشى ئاددى.

فِي بَادِئِ الْأَمْرِ أَوِ الرَّأْيِ: ئىشنىڭ بېشىدا، بىرىنچى قېتىمدىلا.

بَادَرَ يُبَادِرُ مُبَادَرَةً: ئالدىرىدى، تېنىدى.

«مَا إِنْ دَخَلْتُ الْمَخْزَنَ حَتَّى بَادَرَنِي صَاحِبُهُ بِكَلَامٍ شَدِيدِ اللَّهْجَةِ»: دۇكانغا كىرە ـ كىرمەيلا ئۇنىڭ ئىگىسى ماڭا ئالدىراپلا قاتتىق گەپ قىلدى.

بَادَرَ إِلَى الشَّيْءِ: ئالدىرىدى.

بَادَرَهُ بِالْأَمْرِ: ئالدىراتتى.

«بَادَرَتِ الْحُكُومَةُ الْجَدِيدَةُ إِلَى التَّشَاوُرِ مَعَ الْأَحْزَابِ»: يېڭى ھۆكۈمەت پارتىيىلەر بىلەن كېڭەشىشكە ئالدىرىدى.

بَادِرَةٌ ج بَوَادِرُ: بىۋاسىتە سېزىم، كۆرسەتمىلىك بىلىم؛ ئاچچىقلانغان چاغدىكى سەۋەنلىك.

«ظَهَرَتْ بَوَادِرُ الْإِهْمَالِ فِي الْإِشْرَافِ عَلَى الْعَمَلِ»: خىزمەتكە يېتەكچىلىك قىلىشتا كۆڭۈل بۆلمەسلىك ھادىسىلىرى كۆرۈلدى.

«هَذِهِ بَادِرَةُ خَيْرٍ»: بۇ بولسا ياخشىلىقنىڭ ئالامىتى.

«اِحْذَرْ بَادِرَتَهُ / بَادِرَةَ غَضَبِهِ»: ئۇنىڭ غەزىپىدىن ئېھتىيات قىل.

لَقَدْ ظَهَرَتْ بَوَادِرُ الشِّقَاقِ: ئىتتىپاقسىزلىق ئالامەتلىرى كۆرۈلدى.

بَادَلَ يُبَادِلُ مُبَادَلَةً: ئۆزئارا ئالماشتۇرۇشتى.

بَادَلَ الشَّخْصَ: قانچىلىك ئالغان بولسا شۇنچىلىك بەردى، بار تاۋۇقىم يان تاۋۇقىم قىلدى.

بَادَلَهُ الْعَوَاطِفَ وَالْإِعْجَابَ: ھېسسىيات ئالماشتۇرۇشتى.

مَارَأْيُكَ لَوْ بَادَلْتُ مَعَكَ مَوْعِدَ نَوْبَتِي: نۆۋەتچىلىكىمنى سەن بىلەن ئالماشتۇرسام قانداق؟

بَادِنٌ م بَادِنَةٌ ج بُدَّنٌ: سېمىز.

بَادَهَ يُبَادِهُ مُبَادَهَةً: تۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قىلدى.

بَادَى يُبَادِي مُبَادَاةً: ئوچۇق دېدى، ئاشكارىلاشتى، ئوچۇقلاشتى.

بَادَى بِالْعَدَاوَةِ: دۈشمەنلىكىنى ئاشكارىلىدى.

بَادٍ: ئېنىق، ئوچۇق، چۈشىنىشلىك.

بَادٍ ج بَادُونَ وَبُدَاةٌ: قىردا ياشىغۇچى، سەھرادا ياشىغۇچى.

بَادِيَةٌ ج بَادِيَاتٌ وَبَوَادٍ: سەھرا، قۇملۇق، باياۋان، قىر.

عَرَبُ الْبَادِيَةِ تَسْكُنُ الْخِيَامَ: قىر ئەرەبلىرى چېدىرلاردا تۇرىدۇ.

اَلْبَادِيَةُ وَ الْحَاضِرَةُ: باياۋانلىق ۋە شەھەرلىك.

بَاذِخٌ ج بَوَاذِخُ وَ بُذَّخٌ: ھەشەمەتلىك؛ ھاكاۋۇر، مەغرۇر؛ يۈكسەك، ئېگىز.

شَرَفٌ بَاذِخٌ: يۈكسەك شەرەپ.

«تُحِيطُ بِالْمَدِينَةِ بَوَاذِخُ الْجِبَالِ أَوْ جِبَالٌ بَاذِخَةٌ»: شەھەرنى ئېگىز تاغلار ئوراپ تۇرىدۇ.

بَاذٌّ: ئۈستى ـ بېشى پاسكىنا، كىيىملىرى مەينەت، كىيىنىشى رەتسىز.

بَاذِنْجَانٌ: پەتەنگان، پىدىگەن، چەيزە.

بَارَ يَبُورُ بَوْرًا: ھالاك بولدى، يوقالدى، بۇزۇلدى.

بَارَ الْعَمَلُ: ئىش بىكار كەتتى، نەتىجىسىز بولدى.

«يَرْجُونَ تِجَارَةً لَنْ تَبُورَ» (قرآن): ئۇلار

كاسات بولمايدىغان تىجارەتنى ئۈمىد قىلمىدۇ.

**بَارَتِ الْفَتَاةُ:** قىز ئولتۇرۇپ قالدى، قىز قېرىپ قالدى.

**بَارَتِ الْأَرْضُ:** يەر تاشلىنىپ قالدى، ئاق قالدى.

**بَارَتِ السُّوقُ:** بازار كاساتلاشتى.

**بَارَتِ السِّلْعَةُ:** مال كاساتلاشتى.

**بَارٌ ج بَارَاتٌ:** قاۋاقخانا.

**بَارِئٌ:** پەيدا قىلغۇچى، ئىجاد قىلغۇچى، ئەيىب نۇقسانلاردىن خالى.

**اَلْبَارِئُ:** ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ ياراتقۇچى، خەلق ئەتكۈچى، يوقتىن بار قىلغۇچى، دېگەن مەنىدە.

**«فَتُوبُوا إِلَى بَارِئِكُمْ» «قرآن»:** ياراتقۇچىڭلارغا تەۋبە قىلىڭلار.

**بَارِجٌ:** ماھىر ماتروس، ئۇستا دېڭىزچى.

**بَارِجَةٌ ج بَوَارِجُ:** ھەربىي پاراخوت؛ يۈختا مەنزىلگاھ؛ ئۇرۇش كېمىسى.

**بَارَحَ يُبَارِحُ مُبَارَحَةً الْمَكَانَ:** ئورۇندىن ئايرىلدى.

**بَارِحٌ:** كەڭ.

**بَارِحٌ ج بَوَارِحُ:** ئۇچار قۇش، جان ـ جانۋارلاردىن ئوڭ تەرەپتىن كېلىپ سول تەرەپكە كەتكىنى، ئەرەبلەر بۇنىڭدىن شۇم پال ئالاتتى؛ يازدىكى ئىسسىق شامال.

**«مَنْ لِي بِالسَّانِحِ بَعْدَ الْبَارِحِ» «مثل»:** ھېچقانداق ئۈمىد يوق.

**بَرْحٌ بَارِحٌ:** قاتتىق كۈلپەت.

**اَلْبَارِحُ . اَلْبَارِحَةُ:** تۈنۈگۈن.

**أَوَّلُ الْبَارِحَةِ:** ئۈلۈشكۈن.

**اَللَّيْلَةُ الْبَارِحَةُ:** تۈنۈگۈن كېچە.

**«مَا أَشْبَهَ اللَّيْلَةَ بِالْبَارِحَةِ»:** بىر ـ بىرىگە قۇيۇپ قويغاندەك ئوخشايدۇ.

**«لَمْ أَنْتَهِ مِنْ تَصْحِيحِ مَوْضُوعَاتِ التَّعْبِيرِ الَّتِي سَلَّمَنِي إِيَّاهَا الطَّلَبَةُ الْبَارِحَةَ»:** تۈنۈگۈن ئوقۇغۇچىلار ماڭا بەرگەن تاپشۇرۇق دەپتەرلىرىنى تېخى كۆرۈپ بولالمىدىم.

**بَارِدٌ:** سوغۇق.

**اِسْتِقْبَالٌ بَارِدٌ:** سوغۇق قارشى ئېلىش.

**إِنْسَانٌ بَارِدٌ:** سوغۇق چىراي، مۇز چىراي، تەلەتى سۇرۇن.

**ضَرَبَ فِي حَدِيدٍ بَارِدٍ:** قۇرۇق ئاۋارىگەرچىلىك تارتتى.

**بَارِدُ الطَّبْعِ:** سوغۇق چىراي، مۇز چىراي.

**سَلَامٌ بَارِدٌ:** سوغۇق تىنچلىق.

**«وُصِفَتِ الْعَلَاقَاتُ بَيْنَ مِصْرَ وَإِسْرَائِيلَ بِأَنَّهَا سَلَامٌ بَارِدٌ»:** مىسىر بىلەن ئىسرائىلىيە ئارىسىدىكى مۇناسىۋەت سوغۇق تىنچلىق مۇناسىۋىتى، دەپ سۈپەتلەندى.

**عَيْشٌ بَارِدٌ:** پاراۋان تۇرمۇش.

**بَارِدَةٌ:** سودا ۋاقتىدىكى پايدا.

**حَرْبٌ بَارِدَةٌ:** سوغۇق ئۇرۇش.

**نُكْتَةٌ بَارِدَةٌ:** سوئنىي لەتىپە.

**غَنِيمَةٌ بَارِدَةٌ:** ئاسان ئېرىشكەن غەنىيمەت، بىكارغا كەلگەن پۇل، ئاسان ئېرىشكەن بايلىق.

**«اَلصَّوْمُ فِي الشِّتَاءِ اَلْغَنِيمَةُ الْبَارِدَةُ» «حديث»:** قىشتا تۇتۇلغان روزا ـ مۇشەققەتسىز كەلگەن ئولجا.

**«لَقَدْ هَبَّتِ الرِّيَاحُ الْبَارِدَةُ لِذَلِكَ نَشْعُرُ بِبَرْدٍ شَدِيدٍ»:** سوغۇق شامال چىقتى، شۇڭا قاتتىق توڭۇپ كەتتۇق.

**حُجَّةٌ بَارِدَةٌ:** كۈچسىز ئىسپات.

**بَارٌّ ج بَرَرَةٌ:** ياخشى، ئادىل؛ گۇناھسىز، پاك، ۋەدىسىدە راستچىل، ۋاپادار، خەير ـ ئېھساننى كۆپ قىلغۇچى.

**بَارَزَ يُبَارِزُ مُبَارَزَةً:** ئېلىشتى، چېلىشتى، تۇتۇشتى.

**بَارِزٌ:** گەۋدىلىك، ئاشكارا، كۆرۈنەرلىك.

**مَكَانٌ بَارِزٌ:** كۆزگە كۆرۈنگەن جاي.

**«خَصَّصَتِ الصُّحُفُ مَكَانًا بَارِزًا لِأَخْبَارِ مُؤْتَمَرِ الْقِمَّةِ»:** باشلىقلار يىغىنىنىڭ خەۋىرى ئۈچۈن گېزىتلەر مەخسۇس ئورۇن ئاجراتتى.

**شَخْصِيَّةٌ بَارِزَةٌ:** مەشھۇر ئەرباب، ئاتاقلىق شەخس.

بَارِضٌ: بىخ، نوتا.

بَارِعٌ: ماھىر، پىشقان ئۇستا؛ ئۈستۈنلۈك قازانغۇچى.

اَلْبَارِعُ مِنَ الْأُمُورِ: گۈزەل ئىش، قالتىس ئىش، چىرايلىق ئىش.

«فَرُبَّمَا تَكُونُ فِي الْمُسْتَقْبَلِ طَبِيبًا بَارِعًا»: سەن كەلگۈسىدە ئۇستا دوختۇر بولۇشۇڭ مۇمكىن.

بَارِعَةُ الْجَمَالِ: چىرايلىق، گۈزەل، ساھىبجامال.

بَارِقٌ م بَارِقَةٌ ج بَوَارِقُ: گۈلدۈرماملىق بۇلۇت.

«لاَحَ لَهُ بَارِقُ أَمَلٍ»: ئۈمىد ئۇچقۇنى يورىدى.

بَارِقَةُ عَمَلٍ: ئازغىنە ئۈمىد، كىچىككىنە ئۈمىد.

«مَاكُلُّ بَارِقَةٍ تَجُودُ بِمَائِهَا»: ھەرقانداق بۇلۇتنىڭ يامغۇرى بولىۋەرمەيدۇ.

بَارَكَ يُبَارِكُ مُبَارَكَةً اللّٰهُ: ئاللاھ بەرىكەتلىك قىلدى.

«بَارَكَ اللّٰهُ فِيكَ»: ئاللاھ ساڭا بەرىكەت ئاتا قىلسۇن.

بَارُودٌ ج بَوَارِدُ: مىلتىق دورىسى، پورۇخ، ئوق دورىسى ، پارتلاتقۇچ دورا.

إِطْلاَقُ الْبَارُودِ: ئوق چىقىرىش، ئوت ئېچىش.

بَارُودٌ بِلاَ دُخَانٍ: ئىسسىز پورۇخ.

بَارُودٌ أَسْوَدُ: قارا پورۇخ.

بِرْمِيلُ بَارُودٍ: پورۇخ قۇتىسى، پورۇخدان.

بَارُودَةٌ ج بَوَارِيدُ: مىلتىق.

بَارَى يُبَارِي مُبَارَاةً: مۇسابىقىلەشتى، دورىدى، تەقلىد قىلدى.

«بَارَى الْفَرِيقَ الزَّائِرَ» (فِي الرِّيَاضَةِ): زىيارەتكە كەلگەن كوماندا بىلەن مۇسابىقىگە چۈشتى.

«لَمْ يَسْتَطِعْ أَحَدٌ أَنْ يُبَارِيَ طٰهٰ حُسَيْن فِي أُسْلُوبِهِ»: ھېچ ئادەم يېزىش ئۇسلۇبىدا تاھا ھۈسەيىنگە تەڭ كېلەلمىدى.

بَارٍ (الباري): (ياغاچ ياكى تاشنى) يونىغۇچى، ئويغۇچى.

«أَعْطِ الْقَوْسَ بَارِيهَا» (مثل): قوينى قاساپ سويسۇن (ھەر ئىشنى شۇ ئىشنىڭ ئەھلى بولغان ئادەم قىلسۇن).

بَازٌ ج بِيزَانٌ و أَبْوَازٌ ج بُزَاةٌ و بَوَازٍ: قارچۇغا.

بَاسَ يَبُوسُ بَوْسًا: سۆيدى، بوسە قىلدى، ئۆپتى.

بَاسِرٌ: مەيۈس، غەمكىن، دەرد ـ ئەلەملىك، خاپا چىراي، تۈتۇق چىراي، قوشۇمىسى تۈرۈلگەن.

بَاسَطَ يُبَاسِطُ مُبَاسَطَةً صَدِيقَهُ: دوستىغا تەكەللۇپسىز مۇئامىلىدە بولدى، سەمىمىي مۇئامىلە قىلدى.

بَاسَطَ الْحَدِيثَ: سەمىمىي سۆزلەشتى، ئوچۇق ـ يورۇق سۆزلەشتى.

بَاسِطَةٌ: يايغۇچى، سوزغۇچى.

قَامَةٌ بَاسِطَةٌ: ئېگىز بوي.

يَدٌ بَاسِطَةٌ: ھەسسە، ئارتۇقچىلىق.

«كَانَتْ لِلْعَرَبِ الْيَدُ الْبَاسِطَةُ فِي عِلْمِ الطِّبِّ وَالصَّيْدَلَةِ وَالْكِيمِيَاءِ»: ئەرەبلەرنىڭ تېبابەتچىلىك، دورىگەرلىك ۋە خىمىيە ئىلمىدە ھەسسىسى بار ئىدى.

اَلْبَاسِطُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، ئاللاھ خالىغان ئادەمنىڭ رىزقىنى كەڭ قىلغۇچى، دېگەن مەنىدە.

بَاسِقٌ ج بَوَاسِقُ: ئېگىز، قەد كۆتۈرۈپ تۇرغۇچى، ئاسمان ـ پەلەك.

«تَقُومُ الْأَعْمِدَةُ فِي الشَّوَارِعِ كَأَنَّهَا الْأَشْجَارُ الْبَاسِقَةُ»: كوچىلاردىكى تۈۋرۈكلەر گويا ئېگىز ئۆسكەن دەرەخلەردەك بىلىنىدۇ.

شَجَرٌ بَاسِقٌ: ئېگىز دەرەخ.

جِبَالٌ بَاسِقَةٌ: ئېگىز تاغلار.

«وَالنَّخْلَ بَاسِقَاتٍ لَهَا طَلْعٌ نَضِيدٌ» (قرآن): ئېگىز ئۆسكەن، مېۋىلىرى سانجاق ـ سانجاق خورمىلارنى . . .

بَاسِلٌ ج بُسْلٌ و بَوَاسِلُ و بُسَلاَءُ و بُسْلٌ: قەھرىمان، باتۇر، جۈرئەتلىك، دادىل، مەردانە.

بَاسِمٌ: كۈلۈمسىرىگۈچى، تەبەسسۇم قىلغۇچى.

بَاسُورٌ ج بَوَاسِيرُ: گېمورروي، بوۋاسىر.

**بَاشَ يَبُوشُ بَوْشًا الْقَوْمُ:** قالايمىقانلىشىپ كەتتى، چوقان كۆتۈردى، شاۋقۇن – سۈرەن قىلدى.

**بَاشَرَ يُبَاشِرُ مُبَاشَرَةً الْأَمْرَ:** باشقۇردى.

**بَاشَرَ التِّجَارَةَ:** سودىگەرچىلىك قىلدى.

**بَاشَرَ الْمَرْأَةَ:** جىنسىي مۇناسىۋەت قىلدى، جىنسىي ئالاقە قىلدى.

**بَاشَرَ الْعَمَلَ وَ بِهِ:** ئىش بىلەن شۇغۇللاندى، ئىش قىلدى.

**بَاشَرَ الصِّنَاعَةَ:** سانائەت بىلەن شۇغۇللاندى

**بَاشَرَ الْمُفَاوَضَاتِ:** سۆھبەت ئۆتكۈزدى، سۆھبەت ئېلىپ باردى.

**«بَاشَرَ الْوُزَرَاءُ أَعْمَالَهُمْ بَعْدَ تَأْلِيفِ الْحُكُومَةِ الْجَدِيدَةِ»:** يېڭى ھۆكۈمەت تەشكىللەنگەندىن كېيىن مىنىستىرلار ئۆز ئىشلىرىغا كىرىشىپ كەتتى.

**بَاشَرَ مَسْؤُلِيَّتَهُ:** مەسئۇلىيىتىنى ئادا قىلدى.

**بَاشٌّ:** خۇش چىراي، كۈلۈمسىرىگەن چىراي.

**بَاشِقٌ ج بَوَاشِقُ:** قۇرغۇي.

**بَاصٌ ج بَاصَاتٌ:** ئاپتوبۇس، كوچا ئاپتوبۇسى.

**«يَعْتَمِدُ كَثِيرٌ مِنْ سُكَّانِ الْمُدُنِ عَلَى الْبَاصَاتِ فِي تَنَقُّلَاتِهِمِ الْيَوْمِيَّةِ»:** نۇرغۇنلىغان شەھەر ئاھالىلىرى ئۆزلىرىنىڭ كۈندىلىك بېرىش – كېلىشلىرىدە كوچا ئاپتوبۇسلىرىغا تايىنىدۇ.

**بَاصِرَةٌ ج بَوَاصِرُ:** كۆز.

**بَاضَ يَبِيضُ بَيْضًا فُلَانًا:** ئاقىلىقتا پالانىدىن ئۆتۈپ كەتتى.

**بَاضَ بِالْمَكَانِ:** تۇرۇپ قالدى.

**بَاضَ السَّحَابُ:** بۇلۇت يامغۇر تۆكتى.

**بَاضَ الْحَرُّ:** ئىسسىق قاتتىق بولدى.

**بَاضَتِ الدَّجَاجَةُ:** مېكىيان تۇخۇم تۇغدى.

**بَاضَعَ يُبَاضِعُ مُبَاضَعَةً الزَّوْجَةَ:** ئايالى بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلدى.

**اَلْبَاضِعُ:** ئۆتكۈر قىلىچ.

**بَاظَ يَبُوظُ بَوْظًا:** خارلىنىشىپ قالدى، كەمبەغەللىشىپ قالدى.

**بَاطِخٌ:** ئوغدىسىغا ياتقۇچى.

**بَاطِسٌ:** پېتەك.

**بَاطِسُ الْحِذَاءِ:** پېتەك، ئىستەلكە.

**بَاطِشٌ:** شىددەتلىك، قاتتىق؛ قاتتىق تۇتقۇچى؛ قاتتىق ھۇجۇم قىلغۇچى.

**بَاطِلٌ ج أَبَاطِيلُ:** يالغان، ناھەق، بىھۇدە، ساختا، ناتوغرا ئىش؛ ئاساسسىز، ئويدۇرما، پايدىسىز.

**«جَاءَ الْحَقُّ وَزَهَقَ الْبَاطِلُ إِنَّ الْبَاطِلَ كَانَ زَهُوقًا» «قرآن»:** ھەقىقەت (يەنى ئىسلام) كەلدى، باتىل (يەنى كۇفرى) يوقالدى، باتىل ھەقىقەتەن ئوڭاي يوقىلىدۇ.

**«رَبَّنَا مَا خَلَقْتَ هَذَا بَاطِلاً» «قرآن»:** پەرۋەردىگارىمىز! سەن بۇنى بىكار ياراتمىدىڭ.

**كَلَامٌ بَاطِلٌ:** يالغان سۆز، يالغان – ياۋىداق سۆز.

**«أَصْبَحَ الْقَرَارُ بَاطِلاً»:** قارار بىكار بولدى.

**«لِلْبَاطِلِ جَوْلَةٌ ثُمَّ يَضْمَحِلُّ»:** باتىل ۋاقىتىنچە ئۈستۈنلۈك قازانغان بىلەن، ئۇزۇنغا بارماي يوقۇلىدۇ.

**تُهْمَةٌ بَاطِلَةٌ:** تۆھمەت.

**«أُتُّهِمَ بِتُهْمَةٍ أَخْلَاقِيَّةٍ يَعْلَمُ كُلُّ النَّاسِ أَنَّهَا بَاطِلَةٌ»:** ئۇنىڭغا ئەخلاقىي جەھەتتىن قارا چاپلانغان بولسىمۇ، كىشىلەرنىڭ ھەممىسى ئۇنىڭ يالغانلىقىنى بىلىدۇ.

**بَاطِنٌ، بَاطِنَةٌ ج أَبْطِنَةٌ و بُطْنَانٌ و بَوَاطِنُ:** ھەر نەرسىنىڭ ئىچكى قىسمى، ئىچى، يوشۇرۇن، مەخپىي.

**«وَذَرُوا ظَاهِرَ الْإِثْمِ وَبَاطِنَهُ» «قرآن»:** ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن گۇناھلارنى تەرك ئېتىڭلار!

**اَلْعَقْلُ الْبَاطِنُ:** ئىچكى تۇيغۇ، ئىچكى ھېسسىيات.

**بَاطِنُ الْكَفِّ:** ئالقان.

**بَاطِنُ الْقَدَمِ:** پۇت ئالقىنى.

**فِي بَاطِنِ الْأَمْرِ:** ئەمەلىيەتتە.

**اَلْحِوَارُ الْبَاطِنُ:** ئۆز – ئۆزى بىلەن سۆزلىشىش.

**بَاطِنُ الْأَرْضِ:** يەرنىڭ ئىچكى قاتلاملىرى.

**اَلْبَاطِنُ:** ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ «كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان، زاتىنىڭ ماھىيىتىنى تونۇشقا ئويلاپ ئەقىل يەتمەيدىغان» دېگەن مەنىدە.

**«هُوَ الْأَوَّلُ وَ الْآخِرُ وَالظَّاهِرُ وَالْبَاطِنُ»** «قۇرئان»: ئۇنىڭ ئىپتىداسى يوقتۇر، ئىنتىھاسى يوقتۇر، ئاشكاردۇر، مەخپىيدۇر.

**«يَرَى الْعَالِمُونَ بِبَوَاطِنِ الْأُمُورِ كَذَا وَ كَذَا»:** ئالىملار ئىشلارنىڭ سىرلىرىنى بىلەلەيدۇ.

**بَاطِنًا:** ئىچكى جەھەتتىن، يوشۇرۇن.

**اَلْبَاطِنَةُ مِنَ الرَّجُلِ:** كىشىنىڭ قەلبى، نىيىتى.

**اَلْبَاطِنَةُ فِي الرَّجُلِ:** كىشىنىڭ ئىچكى سىرى.

**بَوَاطِنُ الْأَرْضِ:** يەرنىڭ ئىچكى قاتلاملىرى

**بَاطِنِيٌّ:** ئىچكى قىسمىغا ئائىت.

**طِبٌّ بَاطِنِيٌّ:** ئىچكى كېسەللىك تېبابىتى.

**مَرَضٌ بَاطِنِيٌّ:** ئىچكى كېسەل.

**تَأَمُّلٌ بَاطِنِيٌّ:** ئىچكى مۇلاھىزە.

**أَمْرَاضٌ بَاطِنِيَّةٌ:** ئىچكى كېسەللەر.

**اَلْبَاطُونُ الْمُسَلَّحُ:** پولات چىۋىقلىق بېتون.

**بَاطِيَةٌ ج بَوَاطٍ:** ئىستاكان، كورۇشكا، چوڭ شىشە قاچا.

**بَاطَ يَبِيطُ بَيْطًا:** سەرىپ كەتتى.

**بَاعَ يَبِيعُ بَيْعًا وَ مَبِيعًا:** ساتتى.

**بَاعَ بِالْقَطَّاعِيِّ:** پارچە ساتتى.

**بَاعَ بِالْمَزَادِ:** كىمئارتۇق قىلىپ ساتتى، تالاشتۇرۇپ ساتتى.

**بَاعَ الْكَاتِبُ قَلَمَهُ:** يازغۇچى قەلىمىنى شەخسى مەنپەئەت ئۈچۈن ئىشقا سالدى.

**بَاعَتْ عِرْضَهَا:** نومۇسىنى ساتتى، پاھىشە قىلدى.

**«لَمْ يَكُنِ الْإِسْتِعْمَارُ لِيَنْجَحَ لَوْلَا اِعْتِمَادُهُ عَلَى بَعْضِ الْمُوَاطِنِينَ الَّذِينَ بَاعُوا شَرَفَهُمْ وَدِينَهُمْ بِثَمَنٍ بَخْسٍ»:** مۇستەملىكىچىلىك ئۆزىنىڭ شەرىپىنى ۋە دىنىنى ئەرزان باھادا ساتىدىغان بىر قىسىم يۇقىرىلارغا يۆلەنمىگەن بولسا مۇۋەپپەقىيەت قازىنالمىغان بولاتتى.

**بَاعٌ ج أَبْوَاعٌ:** غۇلاچ.

**طَوِيلُ الْبَاعِ:** كۈچلۈك، قابىلىيەتلىك؛ سەۋىيىلىك، كەڭ مەلۇماتلىق، ھوقۇقلۇق؛ مەرد.

**قَصِيرُ الْبَاعِ:** ئاجىز، ئىقتىدارسىز؛ بېخىل.

**بِالْبَاعِ وَ الذِّرَاعِ:** باركۈچى بىلەن، مىڭ تەسلىكتە، تىرىشىپ - تىرمىشىپ.

**«اَلْمُؤَلِّفُ مِنَ الْمَعْرُوفِينَ بِطُولِ بَاعِهِ فِي هَذَا الْحَقْلِ»:** مۇئەللىپ بۇ ساھەدە سەۋىيىسىنىڭ يۇقىرىلىقى بىلەن مەشھۇر.

**بَاعِثٌ ج بَوَاعِثُ:** ئەۋەتكۈچى؛ سەۋەب، غەرەز؛ ئاساس.

**«مِنْ بَوَاعِثِ النَّهْضَةِ الصِّنَاعِيَّةِ تَوَافُرُ الْخِبْرَةِ الْعِلْمِيَّةِ وَالْأَيْدِي الْعَامِلَةِ»:** ئىلمىي تەجرىبە ۋە ئەمگەك كۈچىنىڭ تولۇق بولۇشى سانائەتنىڭ يۈكسىلىشىنىڭ ئامىللىرىدۇر.

**اَلْبَاعِثُ:** ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، «مەخلۇقاتلارنى قىيامەت كۈنى قايتا تىرىلدۈرگۈچى» دېگەن مەنىدە.

**بَاعَدَ يُبَاعِدُ مُبَاعَدَةً:** ئايرىۋەتتى، يىراقلاشتۇردى.

**بَاعَدَ الشَّيْءَ:** يىراقلاشتۇردى.

**«اَلنَّزَعَاتُ الْإِقْلِيمِيَّةُ مِنَ الْعَوَامِلِ الَّتِي بَاعَدَتْ بَيْنَ الْعَرَبِ وَتَحْقِيقِ وَحْدَتِهِمْ»:** رايون خاراكتېرلىك تالاش - تارتىشلار ئەرەبلەرنىڭ بىرلىكىنى ئىشقا ئاشۇرۇشنى يىراقلاشتۇرغان مۇھىم سەۋەبدۇر.

**بَاغَتَ يُبَاغِتُ مُبَاغَتَةً الْعَدُوَّ:** دۈشمەنگە ئۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قىلدى، ئۇشتۇمتۇت زەربە بەردى.

**«بَاغَتَهُمُ الْعَدُوُّ بِغَزْوِ أَرَاضِيهِمْ فِي جَبَهَاتٍ عِدَّةٍ»:** دۈشمەن ئۇلارغا بىرقانچە سەپتىن ئۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قىلىپ زېمىنىنى بېسىۋالدى.

**بَاغِتٌ:** كۈتمىگەن يەردىن، تۇيۇقسىز.

**بَاغَضَ يُبَاغِضُ مُبَاغَضَةً:** بىر - بىرىنى ئۆچ كۆرۈشتى، بىر - بىرى بىلەن دۈشمەنلەشتى، بىر - بىرى بىلەن ئۆچلەشتى.

**بَاغٍ ج بَاغُونَ. بُغَاةٌ و بُغْيَانٌ:** زالىم، ئەزگۈچى، ئادالەتسىز، مۇستەبىت.

**«فَمَنِ اضْطُرَّ غَيْرَ بَاغٍ وَلَا عَادٍ فَلَا إِثْمَ عَلَيْهِ»**

«قرآن» : كىمكى ئۇز ئىختىيارىچە ئەمەس، ئىلاجىسىزلىقتىن ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە، ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.

**بَاقَةٌ ج بَاقَاتٌ:** باغلام، تىزىق، دەستە، تۇتام.

**بَاقَةُ زُهُورٍ:** گۈلدەستە.

**«تُقَدَّمُ بَاقَاتُ الزُّهُورِ فِي مُنَاسَبَاتٍ مُخْتَلِفَةٍ» :** تۈرلۈك مۇناسىۋەتلەردە گۈلدەستىلەر تەقدىم قىلىنىپ تۇرىدۇ.

**بَاقِرٌ ج بَاقُورٌ:** كالا توپى، كالا پادىسى، بىر توپ كالا.

**بَاقِلٌ:** يوپيۇرماق بىخى.

**بَاقِلاَّءُ:** دادۇر، پۇرچاق.

**بَاقِلِيٌّ:** دادۇر، پۇرچاق.

**بَاقِيَةٌ ج بَوَاقٍ:** قىرىق قۇلاق.

**بَاقٍ م بَاقِيَةٌ ج بَاقِيَاتٌ وَبَوَاقٍ:** داۋاملاشقۇچى، ھەمىشە بولغۇچى، قېلىپ قالغۇچى، قالدۇق؛ قالدۇق سان، كەم سان؛ ئۈزلۈكسىز، دائىمىي، ئەبەدى.

**«فَهَلْ تَرَى لَهُمْ مِنْ بَاقِيَةٍ» «قرآن» :** ئۇلاردىن بىرەر ئادەمنىڭ قالغانلىقىنى كۆرەلەمسەن.

**«وَالْبَاقِيَاتُ الصَّالِحَاتُ خَيْرٌ عِنْدَ رَبِّكَ ثَوَابًا»** «قرآن» : باقى قالىدىغان ياخشى ئەمەللەر ساۋاب جەھەتتىن پەرۋەردىگارىڭنىڭ دەرگاھىدا ئارتۇقتۇر.

**اَلْحَيَاةُ الْبَاقِيَةُ:** ئاخىرەتتىكى ھاياتلىق.

**اَلْبَاقِي:** ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ «مەڭگۈ مەۋجۇت بولۇپ تۇرغۇچى» دېگەن مەنىدە.

**بَاكَرَ يُبَاكِرُ مُبَاكَرَةً:** بۇرۇن كېلىشتى، بۇرۇن باشلاشتى، ئالدىراشتى، ئەتىگەن تۇرۇشتى.

**بَاكِرٌ:** ئەتىگەن، دەسلەپكى مەزگىل، بالدۇر كەلگەن.

**بَاكِرًا:** ئەتىگەن، دەسلەپكى مەزگىل، بالدۇر كەلگەن.

**«نَمْ بَاكِرًا وَاسْتَيْقِظْ بَاكِرًا» :** بالدۇر ئۇخلاپ بالدۇر ئويغان.

**«وَصَلَ الْمَدِينَةَ فِي الصَّبَاحِ الْبَاكِرِ» :** ئۇ شەھەرگە ئەتىگەندىلا يېتىپ باردى.

**«حَضَرَ الْإِجْتِمَاعَ بَاكِرًا» :** ئۇ يىغىنغا بالدۇر كەلدى.

**«سأَزُورُكَ بَاكِرًا» :** سېنى ئەتە يوقلايمەن.

**بَاكِرَةٌ ج بَوَاكِرُ:** ئەڭ دەسلەپتە پىشقان مېۋە.

**بَاكُورَةُ الشَّيْءِ ج بَاكُورَاتٌ وَبَوَاكِيرُ:** دەسلەپكى مېۋە، دەسلەپتە پىشقان مېۋە، ھەر نەرسىنىڭ دەسلىپى.

**«ظَهَرَتْ بَوَاكِيرُ التَّجَدُّدِ فِي الشِّعْرِ الْحَدِيثِ فِي أَوَائِلِ هَذَا الْقَرْنِ» :** مۇشۇ ئەسىرنىڭ باشلىرىدا يېڭى شېئىرىيەتتە دەسلەپكى يېڭىلىق مەيدانغا كەلدى.

**«كَانَ هَذَا الْكِتَابُ بَاكُورَةَ أَعْمَالِهِ» :** بۇ كىتاب ئۇنىڭ تۇنجى ئەسىرى.

**اَلْبَاكُورُ:** باھارنىڭ تۇنجى يامغۇرى.

**بَاكٍ ج بُكَاةٌ م بَاكِيَةٌ ج بَاكِيَاتٌ وَبَوَاكٍ:** يىغا - زار قىلغۇچى، يىغلىغۇچى.

**بَاكِيَةٌ:** ئەگمە ئىشىك.

**بَالَ يَبُولُ بَوْلاً:** سىيدى، كىچىك تاھارەت قىلدى.

**بَالٌ:** دىل، يۈرەك، قەلب، ئەقىل، زېھىن؛ ھال، ئەھۋال، خاتىرە، نىيەت.

**ذُوبَالٍ:** زور، چوڭ ، جىددى، ئېغىر دەرىجىدە.

**اِنْشِغَالُ الْبَالِ:** بىئارام، خاتىرجەمسىز، پىكرى چېچىلاڭغۇ.

**كَانَ مَشْغُولَ الْبَالِ:** ئۇنىڭ ئەس - يادى ئىش بىلەن.

**مُرْتَاحُ الْبَالِ:** خاتىرجەم، خۇشال.

**خَالِي الْبَالِ:** غېمى يوق، غەمسىز، خاتىرجەم، خۇشال.

**«سَيَهْدِيهِمْ وَيُصْلِحُ بَالَهُمْ» «قرآن» :** ئاللاھ ئۇلارنى ھىدايەت قىلىدۇ ۋە ھالىنى ياخشىلايدۇ.

**رَاحَةُ الْبَالِ:** خاتىرجەم، كۆڭلى تىنچ، خاتىرجەملىك.

**نَاعِمُ الْبَالِ:** تۇرمۇشى كۆڭۈللۈك ۋە باياشات.

**رَخِيُّ الْبَالِ:** تۇرمۇشى كۆڭۈللۈك ۋە باياشات.

طَوِيلُ الْبَالِ: چىدامىلىق، سەۋرچان.

أَعْطَى بَالَهُ: ئۇنىڭغا دىققەت قىلدى، كۆڭۈل بۆلدى، پەخەس بولدى.

غَابَ عَنْ بَالِهِ: ئۇنتۇپ قالدى.

خَطَرَ بِبَالِهِ: ئەسلىدى، خاتىرىسىگە ئالدى، ئېسىگە كەلدى.

مَابَالُكَ: نېمە بولدۇڭ، ساڭا نېمە بولدى؟

مَابَالُ: نېمىشقا، نېمە ئۈچۈن؟

لَمْ يَلْقَ لِقَوْلِهِ بَالاً: ئۇنىڭ سۆزىگە دىققەت قىلمىدى، كۆڭۈل بۆلمىدى.

لَابَأْسَ خُذْ بَالَكَ فِيمَا بَعْدُ: كېرەك يوق، بۇندىن كېيىن دىققەت قىلغىن.

«تَرْجَمَةُ الشِّعْرِ مِنْ لُغَةٍ إِلَى أُخْرَى أَمْرٌ عَسِيرٌ فَمَا بَالُكَ إِذَا كَانَتِ التَّرْجَمَةُ الشِّعْرِيَّةُ» : شېئىرنى بىر تىلدىن ئىككىنچى بىر تىلغا تەرجىمە قىلىش تەس ئىش، ئەگەر شېئىرنى شېئىر قىلىپ تەرجىمە قىلىش سېنىڭچە قانداق بولماقچى؟

بَالَةٌ ج بَالاَتٌ: چوڭ تۇلۇم، قاپ، تاغار.

بَالَغَ يُبَالِغُ مُبَالَغَةً: ئاشۇرۇۋەتتى، چوڭايتىۋەتتى، مۇبالىغە قىلدى.

بَالَغَ الْاِهْتِمَامَ: زور دەرىجىدە ئەھمىيەت بەردى، ناھايىتى كۆڭۈل بۆلدى.

«بَالَغَ أَهْلُ الْمَدِينَةِ فِي التَّرْحِيبِ بِالضُّيُوفِ وَإِكْرَامِهِمْ» : شەھەر خەلقى مېھمانلارنى قىزغىن قارشى ئالدى ۋە كۈتىۋالدى.

بَالَغَ فِي الشَّيْءِ: ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتتى.

«يُبَالِغُ بَعْضُ الشُّعَرَاءِ فِي مَدْحِ مَمْدُوحِهِ» : بەزى شائىرلار ئۆزى مەدھىيىلەۋاتقان كىشىنى ئاشۇرۇپ ماختايدۇ.

بَالِغٌ: يەتكۈچى، بالاغەتكە يەتكۈچى، قۇرامىغا توشقۇچى.

غُلَامٌ بَالِغٌ: بالاغەتكە يەتكەن بالا، قۇرامىغا توشقان يىگىت.

اِهْتِمَامٌ بَالِغٌ: زور دەرىجىدە ئەھمىيەت بېرىش، ئوبدان كۆڭۈل بۆلۈش.

بَالِغُ الْأَثَرِ: تەسىرى چوڭقۇر.

«لَيْسَ مَنْ يُنْكِرُ مَالِلشُّعُورِ الْوَطَنِيِّ مِنْ بَالِغِ الْأَثَرِ فِي حَيَاةِ الْإِنْسَانِ» : ئىنسان ھاياتىدا ۋەتەن مۇھەببىتىنىڭ كىشىگە چوڭقۇر تەسىر قىلىدىغانلىقىنى ئىنكار قىلىدىغان كىشى يوق.

«أَعْطَى الْمَوْضُوعَ بَالِغَ إِهْتِمَامِهِ» : ماۋزۇغا ئىنتايىن كۆڭۈل بۆلدى.

يَمِينٌ بَالِغَةٌ: قاتتىق قەسەم.

حُجَّةٌ بَالِغَةٌ: كۈچلۈك دەلىل، كۈچلۈك ئىسپات.

حِكْمَةٌ بَالِغَةٌ: ۋايىغا يەتكەن دانالىق، چوڭقۇر ھېكمەت.

أَضْرَارٌ بَالِغَةٌ: زور زىيان، چوڭ زىيان.

بَالُوعَةٌ ج بَوَالِيعُ: يېپىق ئېرىق، سۇ يولى؛ پۆندا يولى.

بَالُونٌ ج بَالُونَاتٌ: شار.

بَالَى يُبَالِي مُبَالَاةً الْأَمْرَ وَ بِهِ: كۆڭۈل بۆلدى.

بَالٍ م بَالِيَةٌ: كونا، ئەسكى، چىرىگەن، بۇزۇلغان.

«أَصْبَحَ الْمَوْضُوعُ بَالِيًا» : ئۇ ماۋزۇ كونىراپ قالدى.

بَانَ يَبِينُ بَيَانًا وَتِبْيَانًا: ئاشكارا بولدى، ئېنىق بولدى، چۈشىنىشلىك بولدى، ئايان بولدى.

بَانَ الشَّيْءَ: روشەنلەشتۈردى، ئېنىق قىلدى.

بَانَ الْأَمْرُ: روشەن بولدى، ئايان بولدى.

«لَمْ تَكُنْ لُغَتُهُمْ سَلِيمَةً فَبَانَ الْاِضْطِرَابُ وَالْفَسَادُ فِي كَثِيرٍ مِنْ تَرْجَمَاتِهِمْ» : ئۇلارنىڭ تىلى ساغلام بولمىغانلىقى ئۈچۈن تەرجىمىلىرىدە قالايمىقانچىلىق ۋە خاتالىقلار كۆرۈلدى.

بَانَ يَبِينُ بَيْنًا و بُيُونًا و بَيْنُونَةً: ئايرىلىپ كەتتى، ئۈزۈلۈشۈپ كەتتى، ئادا - جۇدا بولدى.

بَانَتِ الْمَرْأَةُ عَنْ زَوْجِهَا: ئايال ئېرىدىن ئاجرىشىپ كەتتى.

بَانٌ: مەجنۇن تال.

بَانَةٌ: شاخ سانىغۇچ.

**بَانٍ ج بُنَاةٌ:** قۇرغۇچى، تامچى، قۇرۇلۇش قىلغۇچى.

**بَاهٌ:** جىما، جىنسىي ئالاقە، جىنسىي مۇناسىۋەت.

**مُقَوِّي الْبَاهِ:** باھنى كۈچەيتكۈچى، جىنسىي ئىقتىدارنى كۈچەيتكۈچى.

**بَاهَتَ يُبَاهِتُ مُبَاهَتَةً:** ھەيران قالدۇردى، ھاڭ - تاڭ قالدۇردى.

**بَاهِتٌ:** ئۆڭۈپ كەتكەن، رەڭگى ئۆچۈپ كەتكەن.

**ثَوْبٌ بَاهِتٌ:** ئۆڭۈپ كەتكەن كىيىم.

**اِبْتِسَامَةٌ بَاهِتَةٌ:** سۇنئىي كۈلكە، زورمۇ زور كۈلكە.

**«ظَهَرَتْ عَلَى وَجْهِهِ اِبْتِسَامَةٌ بَاهِتَةٌ»:** ئۇنىڭ چىرايىغا سۇنئىي كۈلكە يۈگۈردى.

**بَاهِرٌ:** پارلاق، شانلىق، كۆرۈنەرلىك، كۆزنى چاقنىتىدىغان، كۆزگە كۆرۈنگەن.

**نَجَاحٌ بَاهِرٌ:** يۈكسەك مۇۋەپپەقىيەت، شانلىق نەتىجە.

**ضَوْءٌ بَاهِرٌ:** كۈچلۈك نۇر.

**«نَجَحَ الطَّالِبُ الْمُجِدُّ نَجَاحًا بَاهِرًا فِي الْإِمْتِحَانِ»:** تىرىشچان ئوقۇغۇچى ئىمتىھاندا شانلىق نەتىجىگە ئېرىشتى.

**بَاهِظٌ:** ئېغىر، جاپالىق، مۇشەققەتلىك؛ چەكتىن ئاشقان؛ بالا - قازا.

**ثَمَنٌ بَاهِظٌ:** يۇقىرى باھا.

**أَسْعَارٌ بَاهِظَةٌ:** يۇقىرى باھا، قىممەت باھا.

**«فُرِضَتْ ضَرَائِبُ بَاهِظَةٌ عَلَى الْمُوَاطِنِينَ»:** پۇقرالارغا ئېغىر ئالۋاڭ - ياساق قويۇلدى.

**بَاهَلَ يُبَاهِلُ مُبَاهَلَةً الْقَوْمُ الْقَوْمَ:** ئۆزئارا لەنەت قىلىشتى.

**بَاهِلٌ ج بُهَّلٌ وَ بُهْلٌ:** ئىشسىز.

**بَاهَى يُبَاهِي مُبَاهَاةً صَدِيقَهُ:** پەخىرلەندى.

**بَاهَى بِهِ:** پەخىرلەندى.

**«يُبَاهِي بِهِمُ الْمَلَائِكَةَ»** «حديث»: پەرىشتىلەر ئۇلاردىن پەخىرلىنىدۇ.

**بَاهٍ:** گۈزەل، نۇرانە، پارلاق، ھەشەمەتلىك، دەبدە-

بىلىك، ھەيۋەتلىك.

**بَايِخٌ:** تەمسىز، لاۋزا، تېتىقسىز.

**بَايَعَ يُبَايِعُ مُبَايَعَةً:** بەيئەت قىلدى، قەسەم بەردى، قەسەمياد قىلدى.

**«إِنَّ الَّذِينَ يُبَايِعُونَكَ إِنَّمَا يُبَايِعُونَ اللّٰهَ»** «قۇرئان»: شۈبھىسىزكى، ساڭا بەيئەت قىلغانلار، ئاللاھقا بەيئەت قىلغان بولىدۇ.

**بَايَعَهُ:** ئۇنىڭ بىلەن سودىدا پۈتۈشتى، كېلىشىمگە ئىمزالىدى.

**بَايَعَ التَّاجِرُ الْمُشْتَرِي:** سودىگەر خېرىدار بىلەن سودىلاشتى.

**بَايَعَهُ عَلَى الْأَمْرِ:** ئۇنىڭ بىلەن كېلىشىم تۈزدى، ئۇنىڭ بىلەن ۋەدىلەشتى.

**«كَانَ أَبُوبَكْرٍ الصِّدِّيقُ أَوَّلَ حَاكِمٍ بَايَعَهُ الْمُسْلِمُونَ خَلِيفَةً لَهُمْ»:** ئەبۇبەكرى سىددىق مۇسۇلمانلار ئۆزلىرىگە خەلىپە قىلىش يۈزىسىدىن قول بېرىپ سايلىغان بىرىنچى خەلىپە ئىدى.

**بُويِعَ لَهُ بِالْخِلَافَةِ:** ئۇ خەلىپە قىلىپ سايلاندى.

**بَايَنَ يُبَايِنُ مُبَايَنَةً:** تاشلىۋەتتى، ئايرىلىپ كەتتى، كېلىشەلمىدى، ۋاز كەچتى، قارشى تۇردى.

**«إِنَّ الْإِسْلَامَ يُبَايِنُ كُلَّ الْمَذَاهِبِ وَالْأَفْكَارِ الْوَضْعِيَّةِ إِعْتِقَادًا وَتَصَوُّرًا وَمَنْهَجًا»:** ئىسلام دىنى كىشىلەر تەرىپىدىن ئوتتۇرىغا قويۇلغان ھەرقانداق مەزھەپ ۋە ئىدىئولوگىيىگە ئېتىقاد شەكلى ۋە ئۇسلۇب جەھەتتىن قارىمۇ قارشى كېلىدۇ.

**بَائِتٌ:** كونا، قەدىمى.

**بَائِتٌ فِي الشَّقِّ:** سېپتىن قالغۇچى.

**خُبْزٌ بَائِتٌ:** بىر كېچە تۇرۇپ قالغان نان.

**بَائِخٌ:** چاكىنا، تاپتىن چىققان، تۇتامى يوق.

**اِخْتِتَامٌ بَائِخٌ:** چاكىنا قائىدە - يوسۇنلار.

**كَلَامٌ بَائِخٌ:** يوقىلاڭ گەپ، تۇترۇقسىز گەپ.

**بَائِسٌ:** بىچارە، بەختسىز، نامرات.

**عَاشَ بَائِسًا:** نامرات ياشىدى.

**«ظَلَّ حَزِينًا بَائِسًا بَعْدَ وَفَاةِ وَلَدِهِ»** : بالىسى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن غەمكىن بىچارە بولۇپ قالدى.

**بَائِدٌ:** يوقالغۇچى، ھالاك بولغۇچى، مۇنقەرز بولغۇچى.

**عَهْدٌ بَائِدٌ:** مۇنقەرز بولغان ئەسىر، مۇنقەرز بولغان دەۋر.

**«جَاءَتِ الثَّوْرَةُ لِتَقْضِيَ عَلَى مَساوِئِ الْعَهْدِ الْبَائِدِ»** : ئىنقىلاب مۇنقەرز بولغان دەۋرنىڭ ئىللەتلىرىنى يوق قىلىش ئۈچۈن مەيدانغا كەلدى.

**اَلْأُمَمُ الْبَائِدَةُ:** مۇنقەرز بولغان مىللەتلەر، نەسلى قۇرۇغان خەلقلەر، مۇنقەرز بولغان ئۈممەتلەر.

**اَلْحَضَارَةُ الْبَائِدَةُ:** يوقالغان مەدەنىيەتلەر.

**بَائِرٌ ج بُورٌ:** قاقاس يەر، بوز يەر، ئېچىلمىغان يەر.

**بِنْتٌ بَائِرَةٌ:** قېرى قىز، ئولتۇرۇپ قالغان قىز.

**اَلْأَرْضُ الْبَائِرَةُ:** ئاق يەر، تاشلاندۇق يەر، خام يەر.

**بَائِضٌ:** تۇخۇمدىن تۇغۇلغان، تۇخۇم ئارقىلىق كۆپەيگەن.

**بَائِعٌ ج بَاعَةٌ وَبَائِعُونَ م بَائِعَةٌ ج بَائِعَاتٌ:** چار بازارچى، ساتقۇچى، مال ئىگىسى، سودىگەر، پەرىكازچىك.

**بَائِعٌ مُتَجَوِّلٌ:** چار بازارچى، سەييارە سودىگەر.

**بَائِقَةٌ ج بَوَائِقُ:** بالايىئاپەت.

**بَأْبَأَ يُبَأْبِئُ بَأْبَأَةً الْوَلَدَ:** بالا دادا دېدى.

**بَأْبَأَ الرَّجُلُ:** «ب» ھەرپىنى كېكەچلەپ تەلەپپۇز قىلدى.

**بُؤْبُؤُ الْعَيْنِ:** كۆز قارىچۇقى.

**«هُوَ أَعَزُّ عَلَيَّ مِنْ بُؤْبُؤِ عَيْنَيَّ»** : ئۇ ماڭا ئىككى كۆزۈمنىڭ قارىچۇقىدىنمۇ قىممەتلىك.

**بَأَرَ يَبْأَرُ بَأْرًا:** قۇدۇق كولىدى.

**بِئْرٌ ج آبَارٌ و أَبَارٌ وَبِئَارٌ وَ أَبْوُرٌ:** قۇدۇق.

**«تَعْتَمِدُ الزِّرَاعَةُ فِي بَعْضِ الْمَنَاطِقِ الصَّحْرَاوِيَّةِ عَلَى مِيَاهِ الْآبَارِ»** : بەزى قۇرغاق رايونلار تېرىقچىلىقتا قۇدۇق سۈيىگە تايىنىدۇ.

**بِئْرٌ اِرْتِوَازِيَّةٌ:** ئۆزى ئاقار قۇدۇق.

**بِئْرُ السُّلَّمِ:** بىنادىكى لەمپە ئورۇنلاشتۇرۇلغان بوشلۇق.

**بِئْرُالْبِتْرُولِ:** نېفىت قۇدۇقى.

**بُؤْرَةٌ ج بُؤَرٌ:** مەركەز؛ ئوچاق، مەش؛ ئورا، ئورەك، ئازگال، گودال.

**بُؤْرَةٌ (فِي الطِّبِّ)** : تۈپلىنىش نۇقتىسى، يىغىلىش نۇقتىسى.

**«أَصْبَحَتِ الْمَدِينَةُ بُؤْرَةً لِلْفَسَادِ»** : شەھەر بۇزۇقچىلىقنىڭ ئوچىقىغا ئايلىنىپ قالدى.

**اَلْبُعْدُ الْبُؤْرِيُّ:** فوكۇس ئارىلىقى.

**بَؤُسَ يَبْؤُسُ بَأْسًا وَبَأْسَةً و بَآسَةً:** شىجائەتلىك بولدى، باتۇر بولدى، قەھرىمان بولدى.

**بَئِسَ يَبْأَسُ بُؤْسًا وَبَئِيسًا وَبُؤُوسًا الرَّجُلُ:** نامراتلىشىپ قالدى، بەختسىزلىككە ئۇچرىدى.

**بَأْسٌ:** كۈچ - قۇۋۋەت، شىجائەت، جاسارەت؛ ئازاب، قورقۇنچ، ئەنسىرەش.

**«وَلَا يُرَدُّ بَأْسُهُ عَنِ الْقَوْمِ الْمُجْرِمِينَ» (قرآن)** : ئاللاھنىڭ ئازابى گۇناھكار قەۋمدىن قايتۇرۇلمايدۇ.

**ذُوبَأْسٍ:** كۈچلۈك، مەرد، باتۇر.

**لَابَأْسَ فِي ذَلِكَ:** ھېچ گەپ يوق، ھېچ ۋەقەسى يوق، كېرەك يوق.

**لَابَأْسَ عَلَيْكَ:** ئەندىشە قىلمالىڭ، ئەنسىرىمەڭ.

**لَابَأْسَ بِهِ:** ياماں ئەمەس، تۈزۈك، بولىدۇ، كېرەك يوق، ھېچقىسى يوق، چاتاق يوق.

**«كَانَ لَدَيْهِ مَبْلَغٌ مِنَ الْمَالِ لَابَأْسَ بِهِ»** : ئۇنىڭ قولىدا خېلى مال بار.

**لَابَأْسَ مِنْهُ:** ھېچ ۋەقەسى يوق، كېرەك يوق، ھېچقىسى يوق، ھەرىج يوق.

**«لَابَأْسَ عَلَيْهِ»** : ئۇنىڭغا چاتاق يوق، ئۇنىڭغا ھېچ گەپ يوق.

**بِئْسَ:** نېمىدېگەن ياماں، نېمىدېگەن ئوسال، ئەجەبمۇ ناچار.

**بَنَاتُ بِئْسَ:** بالايىئاپەت.

**بِئْسَ خُلُقُ الْفَتَى الْأَنَانِيَّةُ:** يىگىتنىڭ شەخسىيەتچىلىك ئەخلاقى نېمىدېگەن ياماں - ھە!

**بُؤْسٌ:** بەختسىزلىك، نامراتلىق، قىيىنچىلىق، قاتتىقلىق.

**بَأْسَاءُ:** بەختسىزلىك، نامراتلىق، قىيىنچىلىق، ئاچارچىلىق.

**«فَأَخَذْنَاهُمْ بِالْبَأْسَاءِ» (قرآن) :** ئۇلارنى نامراتلىق بىلەن جازالىدۇق.

**بَأَهَ يَبْأَهُ بَأْهًا لِلْأَمْرِ:** دىققەت قىلدى، سەزگۈر بولدى، سەزگۈرلۈك بىلەن تونۇپ قالدى.

**بَئِيسٌ:** باتۇر، قەھرىمان، جەڭگەرلىك، قاتتىق.

**عَذَابٌ بَئِيسٌ:** قاتتىق ئازاب.

**«وَأَخَذْنَا الَّذِينَ ظَلَمُوا بِعَذَابٍ بَئِيسٍ بِمَا كَانُوا يَفْسُقُونَ» (قرآن) :** ئالالاھنىڭ ئەمرىدىن چىققانلىرى ئۈچۈن، زالىملارنى قاتتىق ئازابقا دۇچار قىلدۇق.

**بَبْرٌ ج بُبُورٌ:** يولۋاس .

**بَبَّغَاوِيٌّ:** دورامچى .

**بَبْغَاءُ ج بَبْغَاوَا بَبَّغَاءُ ج بَبَّغَاوَاتٌ:** شاتۇتى، تۇتى قۇش .

**بَتَاتًا:** قەتئىي، ئۈزۈل ـ كېسىل .

**«إِخْتِلَالُ الْقُدْسِ أَمْرٌ لَا يَرْضَى بِهِ الْمُسْلِمُونَ بَتَاتًا» :** بەيتۇل مۇقەددەسنىڭ ئىشغال قىلىنىشى مۇسۇلمانلار ھەرگىز رازى بولمايدىغان ئىش .

**بَتَارٌ ج بَوَاتِرُ:** ئۆتكۈر قىلىچ .

**بَتَّ يَبُتُّ وَ يَبِتُّ بَتًّا الشَّيْءَ:** كەستى، تىلدى؛ ئىجرا قىلدى، قارار قىلدى، بەلگىلىدى.

**بَتَّ النِّيَّةَ:** جەزم قىلدى، قەتئىي نىيەتكە كەلدى.

**بَتَّ الْأَمْرَ:** نىيەت قىلدى، قەتئىي نىيەتكەكەلدى؛ تەكىتلىدى، ئىشقا ئاشۇردى.

**بَتَّ الْحُكْمَ:** قەتئىي قارار قىلدى.

**بَتَّ حِبَالَ مَوَدَّتِهِ:** دوستلۇق مۇناسىۋىتىنى ئۈزدى.

**بَتَّ فِي الْأَمْرِ:** بىر قارارغا كەلدى، بىر يەرگە توختىدى.

**«هَذَا مَوْضُوعٌ لَمْ يُبَتَّ فِيهِ حَتَّى الْآنَ» :** بۇ تېما ھازىرغىچە بىر تەرەپ قىلىنمىدى.

**بَتٌّ ج بُتُوتٌ:** قېلىن كىيىم، قوپال كىيىم.

**بَتَّارٌ ج بَوَاتِرُ:** ئۆتكۈر قىلىچ.

**بَتَّاوٌ م بَتَّاوَةٌ ج بَتَّاوَاتٌ:** قوناق نېنى، زاغرا.

**بَتَّةً. أَلْبَتَّةَ:** قەتئىي، ھەرگىز، ئەلۋەتتە، ھەمىشە.

**«لَا أَفْعَلُهُ الْبَتَّةَ. بَتَّةً» :** مەن ئۇنى ھەرگىز قىلمايمەن.

**بَتَّلَ يُبَتِّلُ تَبْتِيلًا:** بويتاق ياشىدى، تەنھا ياشىدى.

**بَتَّلَ إِلَى اللَّهِ:** تەركىدۇنيا بولۇپ ئىبادەتكە بېرىلدى.

**بَتِّيٌّ:** قەتئىي، كەسكىن.

**رَفْضٌ بَتِّيٌّ:** كەسكىن رەت قىلىش.

**«أَصْدَرَ قَرَارًا بَتِّيًّا» :** قەتئىي قارار چىقاردى.

**بَتِّيَّةٌ ج بَتِّيَّاتٌ:** يۇيۇنۇش كۆلچىكى، ۋاننا.

**بَتَرَ يَبْتُرُ بَتْرًا:** كەستى، ئۈزۈپ قويدى.

**بَتَرَ الْعَمَلَ:** ئىشنى ئۈزۈپ قويدى، ئىشنى باشقا ئېلىپ چىقمىدى.

**بَتِرَ يَبْتَرُ بَتَرًا الذَّنَبُ:** قۇيرۇقى كېسىلدى.

**بِتْرٌ (فِي الطِّبِّ) :** بىرەر ئەزا ياكى ئەزانىڭ بىر قىسمىنى ئوپېراتسىيە قىلىپ كېسىۋېتىش.

**بِتْرٌ (فِي عِلْمِ اللُّغَةِ) :** سۆزنىڭ ئاخىرىدىكى بىرەر ھەرپ ياكى ئاھاڭنى چۈشۈرۈپ قويۇش ياكى تاشلىۋېتىش.

**خُطْبَةٌ بَتْرَاءُ:** ھەمدۇ ساناسىز خۇتبە.

**بِتْرُولٌ:** نېفىت، خام نېفىت، ماي.

**تَصْفِيَةُ الْبِتْرُولِ:** نېفىت ئايرىش، نېفىت تازىلاش.

**اَلتَّنْقِيبُ عَنِ الْبِتْرُولِ:** نېفىت تەكشۈرۈش، نېفىت قېزىش.

**بِتْرُولٌ خَامٌ:** چەككىلەنمىگەن نېفىت.

**آبَارُ الْبِتْرُولِ:** نېفىت قۇدۇقلىرى.

**شِرْكَةُ الْبِتْرُولِ الْوَطَنِيَّةِ:** دۆلەت نېفىت شىركىتى.

**تَكْرِيرُ الْبِتْرُولِ:** نېفىت ئايرىش.

**خَطُّ أَنَابِيبِ الْبِتْرُولِ:** نېفىت تۇرۇبا لىنىيىسى.

**بِتْرُولِيٌّ**: نېفىتكە مۇناسىۋەتلىك، نېفىتكە ئائىت.

**حَقْلٌ بِتْرُولِيٌّ**: نېفىتلىك.

**اَلْمُنْتَجَاتُ الْبِتْرُولِيَّةُ**: نېفىت مەھسۇلاتلىرى.

**مِنْطَقَةٌ بِتْرُولِيَّةٌ**: نېفىتلىك.

**بَتْعٌ**: كۈچ ـ قۇۋۋەت، ئېنېرگىيە.

**بِتْعٌ**: ھەسەل هارىقى.

**بَتَلَ يَبْتُلُ وَ يَبْتِلُ بَتْلاً**: كەستى، كېسىۋەتتى، كېسىپ تاشلىدى.

**بَتْلَةٌ**: گۈل بەرگى، گۈل قېتى.

**بِتِنْجَانٌ**: پەدىگەن.

**بَتُولٌ**: قىز، ياتلىق بولۇشتىن ۋاز كەچكەن قىز.

**اَلْبَتُولُ**: ھەزرىتى مەريەم ئانا.

**اَلْبَتُولُ مِنَ النِّسَاءِ**: ئاللاھنىڭ ئىبادىتىگە بېرىلىپ بويتاق ياشىغان ئايال.

**بَتُولِيٌّ**: پاك، ئىپپەتلىك، يۈزى ئېچىلمىغان.

**بَتُولِيَّةٌ**: پاكلىق، ئىپپەتلىك؛ يۈيۈنۈش دېسى.

**بَتِيَّةٌ ج بَتِيَّاتٌ**: ۋاننا، يۈيۈنۈش كۆلچىكى.

**بَثَا يَبْثُو بَثْوًا**: تەرلىدى.

**بَثَا بِهِ عِنْدَالسُّلْطَانِ (سَعَى بِهِ)**: سۇلتانغا چاقتى، چېقىمچىلىق قىلدى.

**بَثْبَثَ يُبَثْبِثُ بَثْبَثَةً الْخَبَرَ**: خەۋەرنى تارقاتتى، خەۋەرنى يايدى.

**بَثْبَثَ الْغُبَارَ**: چاڭ توزۇتتى.

**بَثَّ يَبُثُّ وَيَبِثُّ بَثًّا**: ئەۋەتتى؛ تارقاتتى؛ ئېلان قىلدى؛ چاچتى.

**بَثَّ الْأَلْغَامَ**: مىنا كۆمدى.

**بَثَّ السِّرَّ**: سىرنى ئاشكارلىدى، پاش قىلدى.

**بَثَّ الْعُيُونَ**: جاسۇس ئەۋەتتى، تىماق ـ تىڭشىغۇچىلارنى قويۇۋەتتى.

**بَثَّ الْخَبَرَ**: خەۋەر تارقاتتى.

**بَثَّ اللهُ الْخَلْقَ**: ئاللاھ مەخلۇقاتنى زېمىنغا يايدى.

**«تَبُثُّ الْإِذَاعَةُ بَرَامِجَهَا مِنَ السَّاعَةِ السَّابِعَةِ مَسَاءً حَتَّى مُنْتَصِفَ اللَّيْلِ»**: رادىئو ئۆزلىرى پروگراممىلىرىنى كەچ سائەت يەتتىدىن يېرىم كېچىگىچە ئاڭلىتىدۇ.

**«كَانَتْ تَئِقُ بِهِ فَتَبُثُّهُ هُمُومَهَا»**: ئۇ ئايال ئۇنىڭغا ئىشىنىپ ئۇنىڭ بىلەن ھال ـ مۇڭ ئېيتىشاتتى.

**بَثٌّ ج بُثُوثٌ**: ئەۋەتمەك؛ تارقاتماق؛ ئېلان قىلماق، غەم ـ قايغۇ، ھەسرەت، تەپرىقىدە چىلىك، ئايرىلىش.

**«إِنَّمَا أَشْكُو بَثِّي وَحُزْنِي إِلَى اللهِ» (قرآن)**: مەن قايغۇ ـ ھەسرىتىمنى پەقەت ئاللاھقا ئېيتىمەن.

**بَثٌّ إِذَاعِيٌّ**: رادىئو ئاڭلىتىش.

**بَثٌّ مُبَاشِرٌ**: بىۋاسىتە تارقىتىش.

**أَجْهِزَةُ الْبَثِّ**: تارقىتىش ئۈسكۈنىلىرى.

**بَثٌّ تِلْفِزْيُونِيٌّ**: تېلېۋىزىيە ئارقىلىق تارقىتىش.

**اَلْبَثُّ فِي اللَّاسِلْكِيِّ**: رادىئو ئاڭلىتىش.

**ثَمَرٌ بَثٌّ**: چېچىلاڭغۇ مېۋە.

**بَثَّقَ يُبَثِّقُ تَبْثِيقًا السَّيْلُ الْمَوْضِعَ**: قاشنى يار ئېلىپ كەتتى.

**بَثَرَ يَبْثَرُ وَ يَبْثِرُ بَثْرًا وَ بُثُورًا بَثِرَ يَبْثَرُ بَثَرًا بَثُرَ يَبْثُرُ بَثْرًا وَ بَثَرًا وَ بُثُورًا وَجْهُهُ**: دانىخورەك چىقتى، دانىخورەك قاپلاپ كەتتى.

**بَثْرٌ ج بُثُورٌ**: دانىخورەك.

**بَثِرٌ**: كۆپ، نۇرغۇن، مول.

**بَثْرَةٌ ج بَثَرَاتٌ**: دانىخورەك.

**اَلْبَثَعُ**: لەۋ، كالپۇك، لەۋ ياكى كىچىك تىلدىكى قان ئۇيۇپ قالغان قىزىللىق.

**اَلْبَثْعَةُ ج بُثَعٌ**: كالپۇك ياكى كىچىك تىلدىكى ئەسلى بار بولغان ئۆسۈپ چىققان گۆش.

**بَثَقَ يَبْثُقُ بَثْقًا وَبُثُوقًا وَ تَبْثَاقًا السَّيْلُ الْمَوْضِعَ**: قاشنى يار ئېلىپ كەتتى.

**بَثَقَ الْمَاءُ**: سۇ ئېتىلىپ چىقتى.

**بَثِقَ بَثَقًا الزَّرْعُ**: زىرائەتكە يامغۇردىن كېسەللىك تەگدى.

**اَلْبَثْقُ:** يامغۇر سەۋەبىدىن ئۆسۈملۈكلەر دۇچار بولىدىغان كېسەللىك.

**اَلْبِثْقُ ج بُثُوقٌ:** توغان، ئۆستەڭ ۋە دەريا قىرغاق- لىرىدىن يار ئېلىپ كەتكەن جاي، يوچۇق.

**اَلْبَثِيرُ:** كۆپ، نۇرغۇن، مول.

**عَطَاءٌ بَثِيرٌ:** كۆپ سوۋغا.

**بِجَادٌ ج بُجُدٌ:** يوللۇق چىت، گەزلىمە.

**بَجَّحَ يُبَجِّحُ تَبْجِيحًا:** قىلىنىلىق قىلدى، ئۆيات- سىزلىق قىلدى، داپ يۈزلۈك قىلدى.

**بَجَّدَ يُبَجِّدُ تَبْجِيدًا بِالْمَكَانِ:** ئولتۇراقلاش- تۇردى، ماكانلاشتۇردى.

**بَجَّسَ يُبَجِّسُ تَبْجِيسًا الْمَاءَ:** سۇ چىقاردى.

**بَجَّلَ يُبَجِّلُ تَبْجِيلاً:** ئۇلۇغلىدى، ھۆرمەتلىدى.

**«يُبَجِّلُ النَّاسُ رِجَالَ الدِّينِ وَالْعِلْمِ وَالْخَيْرِ»:** كىشىلەر دىنىي ئەربابلارنى، ئىلىم ئەھلىنى ۋە خەير - ئېھسان قىلغۇچىلارنى ھۆرمەتلەيدۇ.

**بَجِحَ يَبْجَحُ بَجَحًا بِهِ:** خۇشال بولدى، خۇرسەن بولدى.

**بَجَدَ يَبْجُدُ بُجُودًا بِالْمَكَانِ:** ئولتۇراقلاشتى، ماكانلاشتى، تۇرۇپ قالدى.

**بَجْدَةٌ:** تېگى، مەنبەسى، ئەسلى، ماھىيەت، ھەقىقەت.

**عِنْدَهُ بَجْدَةُ ذَلِكَ:** ئۇ ھەقىقى ئەھۋالنى بىلىدۇ.

**هُوَ ابْنُ بَجْدَتِهَا:** ئىشنىڭ يولىنى بىلىدىغان، ئەھۋالنى ئوبدان چۈشىنىدىغان كەسىپ ئەھلى، ھەممىدىن خەۋەردار، ئىشنىڭ كۆزىنى بىلىد- غان ئادەم.

**بَجِرَ يَبْجَرُ بَجَرًا الرَّجُلُ:** قورسىقى يوغىنىدى.

**بَجَرَ الْبَطْنِ:** قورساقنى ياردى.

**بُجْرَةٌ ج بُجَرٌ:** كىندىك؛ ئەيىب، نۇقسان.

**ذَكَرَ بُجَرَهُ عُجَرَهُ:** ئۇنىڭ ئەيىبىنى تىلغا ئالدى، ئۇنىڭ ئىشلىرىنى چۇۋۇدى.

**بُجْرِيٌّ ج بُجَارَى:** مۇسىبەت، كۆڭۈلسىزلىك، ھادىسە.

**بَجَسَ يَبْجُسُ وَ يَبْجِسُ بَجْسًا و بُجُوسًا الْمَاءَ:** سۇ چىقاردى.

**بَجَعَ يَبْجَعُ بَجْعًا الشَّيْءَ:** قىلىچ بىلەن كەستى.

**بَجَعَةٌ ج بَجَعٌ ج بَجَعَاتٌ:** ساقا قۇش، ساقا ئۆردەك.

**بَجَلَ يَبْجُلُ بَجْلاً وَ بُجُولاً:** توم بولدى؛ ياخشى- لاندى، مول بولدى.

**بَجَلَ يَبْجُلُ بَجْلاً وَ بُجُولاً وَ بَجِلَ يَبْجَلُ بَجَلاً:** ياخشى بولدى، ساغلام بولدى، خۇشال بولدى.

**بَجُلَ يَبْجُلُ بَجَالَةً وَ بُجُولاً الرَّجُلُ:** مەرتىۋ- لىك بولدى.

**بَجُلَ الشَّيْءُ:** توم بولدى، چوڭ بولدى.

**بَجَلْ:** ھەئە، شۇنداق، توغرا.

**بَجَمَ يَبْجِمُ بَجْمًا وَ بُجُومًا:** قورقۇپ كەتكەن- لىكتىن ياكى چارچىغانلىقتىن ئاغزى گەپكە كەلمەي قالدى، قورۇنۇپ قالدى.

**بَجَمٌ:** گالۋاڭ، ئەقلىي كەم، دۆت، ھاماقەت.

**بَجِيسٌ:** ئېقىن؛ ئېقىپ چىققان، تېشىپ چىققان.

**مَاءٌ بَجِيسٌ:** ئېقىن سۇ.

**بَجِيلٌ:** توم نەرسە؛ يامان ئىش؛ ھۆرمەتلىك.

**بُحَاحٌ:** بوغۇق ئاۋاز، تۇتۇق ئاۋاز.

**بَخْبَحَ يُبَخْبِحُ بَخْبَحَةً فِي الشَّيْءِ:** كەڭ بولدى.

**بُحْبُوحَةٌ ج بَحَابِحُ:** بىر نەرسىنىڭ ئوتتۇرىسى، مەركىزى؛ ياخشىسى؛ كەڭتاشا؛ پاراۋان.

**«نَشَأَ فِي بُحْبُوحَةٍ مِنَ الْعَيْشِ»:** پاراۋان تۇرمۇشتا ئۆسۈپ يېتىلدى.

**بَحْتٌ:** نوقۇل، ساپ، پاكىز.

**شَرَابٌ بَحْتٌ:** ساپ شاراب.

**عَرَبِيٌّ بَحْتٌ:** ساپ نەسەبلىك ئەرەب.

**«تَكَلَّمَ بِلُغَةٍ عَرَبِيَّةٍ بَحْتَةٍ»:** ساپ ئەرەب تىلىدا سۆزلىدى.

**بُحْتُرٌ ج بَحَاتِرُ:** دوغىلاق.

**بَحَثَ يَبْحَثُ بَحْثًا فِي الْمَوْضُوعِ:** تەكشۈردى، ئىزدەندى، تەتقىق قىلدى.

**بَحَثَ الْأَمْرَ:** ئۆگەندى.

**بَحَثَ عَنِ الشَّيْءِ:** ئىزدىدى.

**«بَحَثَ الْمُؤَلِّفُ فِي دَوْرِ الْمَرْأَةِ الْمُتَعَلِّمَةِ»:** ئاپتور

ئوقۇغان ئاياللارنىڭ رولى ئۈستىدە ئىزدەندى.

«هَلْ هَذَا هُوَالْقَلَمُ الَّذِي كُنْتَ تَبْحَثُ عَنْهُ»: سەن ئىزدىگەن قەلەم مۇشۇمۇ؟

بَحْثٌ ج أَبْحَاثٌ وَ بُحُوثٌ: تەكشۈرۈش، تەتقىق قىلىش، ئىزدىنىش، قاراپ چىقىش.

تَحْتَ الْبَحْثِ: تەتقىق قىلىنىۋاتىدۇ، ئىزدىنىش ئېلىپ بېرىلىۋاتىدۇ.

قَيْدَ الْبَحْثِ: تەتقىق قىلىنىۋاتىدۇ، ئىزدىنىش ئېلىپ بېرىلىۋاتىدۇ.

«قَامَ بِبَحْثِ الْعَلَاقَاتِ بَيْنَ الْبَلَدَيْنِ وَنَشَرَ بَحْثَهُ عَنِ الْمَوْضُوعِ فِي مَجَلَّةِ الْجَامِعَةِ»: ئىككى دۆلەت ئارىسىدىكى مۇناسىۋەت توغرىسىدا تەتقىقات ئېلىپ باردى ۋە ئۇنىۋېرسىتېت ژۇرنىلىدا مۇشۇ تېما ئۈستىدىكى تەتقىقاتىنى ئېلان قىلدى.

مَرْكَزُ الْأَبْحَاثِ: تەتقىقات ئورنى.

اَلْأَبْحَاثُ النَّوَوِيَّةُ: يادرو ئېنېرگىيە تەتقىقاتى، ئاتوم تەتقىقاتى.

اَلْأَبْحَاثُ الْعِلْمِيَّةُ: ئىلمىي تەتقىقات، پەن تەتقىقاتى.

إِدَارَةُ الْبُحُوثِ: تەتقىقات ئورنى.

بَحْثَرَ يُبَحْثِرُ بَحْثَرَةً الشَّيْءَ: يايدى، تارقاتتى.

بَحْثَرَ الْمَالَ: بەدخەجلىك قىلدى، ئىسراپ قىلدى، بۇزۇپ چاچتى.

بَحَّ يَبَحُّ بَحًّا بُحُوحًا وبُحُوحَةً وبَحَاحَةً وَبُحُوحًا وَبَحَحًا: ئاۋاز بوغۇلدى، خىرقىرىدى.

بَحَّ الْبَطُّ: ئۆردەك غارقىلدىدى.

«صَرَخَ طَوِيلًا حَتَّى بَحَّ صَوْتُهُ»: ئۇ ئۇزۇن ۋارقىراپ خىرقىراپ قالدى.

بَحَّاثٌ . بَحَّاثَةٌ: تەتقىقاتچى، ئىزدەنگۈچى، تەكشۈرگۈچى، تەتقىق قىلغۇچى.

بَحَّارٌ ج بَحَّارَاتٌ: ماتروس، دېڭىزچى.

بَحَّارَةُ السَّفِينَةِ: ماتروس.

بُحَّةُ الصَّوْتِ: ئۈنى پۈتۈپ قالماق، ئاۋازى بوغۇلۇپ قالماق.

«قَالَ بِصَوْتٍ تُمَازِجُهُ بُحَّةُ الْكِبَرِ»: ياشانغانلىقتىن غورۇلۇق ـ غورۇلۇق ئاۋازدا گەپ قىلدى.

بَحَّحَ يُبَحِّحُ تَبْحِيحًا: بوغدى، سىقتى.

بَحِرَ يَبْحَرُ بَحَرًا: ئالاقزادە بولۇپ كەتتى (دېڭىزنى كۆرۈپ قورقۇپ كەتتى).

بَحْرٌ ج بُحُورٌ وَبِحَارٌ وَأَبْحُرٌ: دېڭىز، چوڭ دەريا؛ يىتۈك ئالىم.

اَلْبَحْرُ الْأَبْيَضُ: ئوتتۇرا دېڭىز.

اَلْبَحْرُ الْأَحْمَرُ: قىزىل دېڭىز.

بَحْرُ الْقُلْزُمِ: قىزىل دېڭىز.

اَلْبَحْرُ الْأَسْوَدُ: قارا دېڭىز.

بَحْرُالرُّومِ: ئوتتۇرا دېڭىز.

بَحْرُ الظُّلُمَاتِ: ئاتلانتىك ئوكيان.

بِنْتُ الْبَحْرِ: سۇ پەرىسى.

حَشِيشُ الْبَحْرِ: دېڭىز ئوتى.

بُرْغُوثُ الْبَحْرِ: راك (دېڭىز ھايۋىنى).

حِصَانُ الْبَحْرِ: بېگېموت.

فَرَسُ الْبَحْرِ: بېگېموت.

عِجْلُ الْبَحْرِ: دېڭىز يىلپىزى، تىيولېن.

كَلْبُ الْبَحْرِ: كىت، ئاكۇلا.

دُوَارُ الْبَحْرِ: باش قېيىش، كۆڭلى ئايلىنىش (دېڭىزدا سەپەر قىلغاندا).

مُسْتَوَى الْبَحْرِ: دېڭىز يۈزى.

عَرْضُ الْبَحْرِ: دېڭىز يۈزى، دېڭىز سەتھى.

فِي بَحْرٍ: ئىچىدە، جەريانىدا.

بَحْرٌ: قاپىيە، ۋەزىن، بەھرى (ئارۇزدا).

بُحْرَانٌ: بوھران (جىددىي كېسەللەردە بىردىنلا يۈز بېرىدىغان ئۆزگىرىش، كېسەلنىڭ جۆيلىشى).

بَحْرَايَةٌ ج بَحْرَايَاتٌ: كۆلچەك.

بُحْرَةٌ ج بِحَارٌ و بُحَرٌ: كۆل، كۆلچەك، سازلىق.

بَحْرِيٌّ ج بَحْرِيُّونَ: دېڭىزغا مەنسۇپ، دېڭىزغا تەۋە.

اَلْوَجْهُ الْبَحْرِيُّ: دېڭىز يۈزى.

قَانُونٌ بَحْرِيٌّ: دېڭىز ئىشلىرى قانۇنى.

**بَحْرِيَّة**: دېڭىز پىلوتى، دېڭىز ئارمىيىسى.

**تَيَّارَاتٌ بَحْرِيَّةٌ**: دېڭىز دولقۇنى.

**قُوَّةٌ بَحْرِيَّةٌ**: دېڭىز ئارمىيىسى.

**مَعْرَكَةٌ بَحْرِيَّةٌ**: دېڭىز ئۇرۇشى.

**بُحَيْرَةٌ ج بُحَيْرَاتٌ**: كۆل.

**بَخٍ بَخٍ**: ھەببەللى، بارىكاللا، نېمىدېگەن ياخشى، بەك ياخشى.

**بُخَارٌ ج أَبْخِرَةٌ**: ھور، پار.

**مَاسُورَةُ الْبُخَارِ**: پار تورۇبىسى.

**«اَلْبُخَارُ يَصْعَدُ إِلَى الْفَوْقِ»**: پار يۇقىرىغا ئۆرلەيدۇ.

**بُخَارِيٌّ**: گازلىق، پارلىق.

**حَمَّامٌ بُخَارِيٌّ**: پار مونچىسى.

**آلَةٌ بُخَارِيَّةٌ**: پار ماشىنىسى.

**سَفِينَةٌ بُخَارِيَّةٌ**: ماتورلۇق قېيىق، ماتورلۇق كېمە.

**بَخَالٌ**: قاتتىق بېخىل.

**بَخْبَاخٌ**: قورساقى سېلىنىپ تۇرىدىغان ئادەم.

**بَخْبَخَ يُبَخْبِخُ بَخْبَخَةً**: خورەك تارتتى؛ ئىسسىقتىن قورقۇپ چۈش ۋاقتىدا يول ماڭمىدى.

**بَخْبَخ**: ياراپ كەتتى.

**بَخْتٌ**: بەخت، تەلەي، ئامەت.

**سَيِّءُ الْبَخْتِ**: بەختى كاج، بەتتەلەي، شۇم پېشانە.

**قَلِيلُ الْبَخْتِ**: بەختى كاج، بەتتەلەي، شۇم پېشانە.

**بَخْتَرَ يُبَخْتِرُ بَخْتَرَةً فِي مَشْيِهِ**: گەدىيىۋالدى، غادىيىۋالدى.

**بُخْتُرِيَّةٌ**: تەكەببۇرانە، ھاكاۋۇرلارچە.

**بَخَّ يَبُخُّ بَخًّا فِي النَّوْمِ**: خورەك تارتتى.

**بَخَّ الْمَاءَ**: سۇ پۈركىدى، سۇ چاچتى.

**بَخَّتِ السَّمَاءُ**: سىم - سىم يامغۇر ياغدى.

**بَخَّاخٌ. بَخَّاخَةٌ ج بَخَّاخَاتٌ**: پۈركۈگۈچ، شىپىرىس، سىر پۈركۈگۈچ.

**بَخَّرَ يُبَخِّرُ تَبْخِيرًا**: پارغا ئايلاندۇردى.

**بَخَّرَ الشَّيْءَ**: ھورداپ دېزىنفېكسىيە قىلدى.

**بَخَّرَ ثِيَابَ الْمَرِيضِ وَ نَحْوَهَا**: كېسەلنىڭ كىيىملىرىنى دېزىنفېكسىيە قىلدى.

**بَخَّلَ يُبَخِّلُ تَبْخِيلًا الشَّخْصَ**: پېخسىقلا چىقىرىۋەتتى، بېخىلغا چىقىرىۋەتتى.

**بُخَيْخَةٌ ج بُخَيْخَاتٌ**: شىپىرىس، پۈركۈگۈچ، سۇ چاچقۇچ.

**بَخِرَ يَبْخَرُ بَخَرًا الْفَمُ**: ئېغىز پۇراپ قالدى.

**بَخَرَ يَبْخَرُ بَخْرًا وَبُخَارًا الْمَاءُ أَوِالْقِدْرُ**: ھور چىقتى.

**بَخَرٌ**: ئېغىزنىڭ سېسىق پۇرىقى، ئېغىز پۇراش.

**بَخَسَ يَبْخَسُ بَخْسًا الْقِيمَةَ**: قىممىتىنى چۈشۈرىۋەتتى، پاخاللاشتۇرىۋەتتى.

**بَخَسَ الشَّخْصَ**: زۇلۇم قىلدى، ئەزدى.

**بَخَسَ حُقُوقَ النَّاسِ**: كىشىلەرنىڭ ھەققىنى كېمەيتىۋەتتى.

**«وَلَا تَبْخَسُوا النَّاسَ أَشْيَاءَهُمْ» «قرآن»**: كىشىلەرنىڭ نەرسىلىرىنى كەم بەرمەڭلار.

**بَخْسٌ**: كېمەيتىۋېتەمەك، كەم بەرمەك، باھاسىنى چۈشۈرۈۋەتمەك.

**بَخَعَ يَبْخَعُ بَخْعًا و بُخُوعًا و بَخَاعَةً**: قايغۇرۇپ ئۆلگۈدەك بولدى، قايغۇرۇپ ئۆلەي دەپ قالدى.

**بَخَقَ يَبْخَقُ بَخْقًا وَبُخُوقًا عَيْنَهُ**: بىر كۆزىنى قۇيۇۋەتتى، يەكچەشمە قىلىپ قويدى.

**بَخَقٌ**: گىلائۇكوما (كۆز كېسەللىكىنىڭ بىر خىلى).

**بَخِلَ يَبْخَلُ بَخَلًا وبُخُولًا وَ بُخْلًا بَخُلَ يَبْخُلُ بُخْلًا وَبُخُولًا**: بېخىللىق قىلدى.

**بَخِلَ عَلَيْهِ أَوْ عَنْهُ**: پېخسىقلىق قىلدى، مەنئى قىلدى، توستى، باش تارتتى.

**«بَخِلَ عَلَيْهِ بِالْمَعْلُومَاتِ الْمُتَوَافِرَةِ لَدَيْهِ»**: قولىدا بار بولغان تولۇق مەلۇماتلاردىن ئۇنى خەۋەردار قىلىشقا ئۇنىمىدى.

**«اَلَّذِينَ يَبْخَلُونَ وَيَأْمُرُونَ النَّاسَ بِالْبُخْلِ» «قرآن»**: ئۇلار بېخىللىق قىلىدۇ، كىشىلەرنى بېخىللىققا بۇيرۇيدۇ.

**بُخْلٌ**: بېخىللىق، پىخسىقلىق، كۆزى كىچىكلىك.

**بُخْنُقٌ ج بَخَانِقُ**: مۇناخ ئايالنىڭ رومىلى.

**بَخُورٌ ج أَبْخِرَةٌ وَ بَخُورَاتٌ**: خۇش پۇراق، خۇش پۇراق ماتېرىياللىرى، خۇش پۇراق ماددا.

**بَخِيتٌ**: بەخت، تەلەي، ئامەت.

**بَخِيلٌ ج بُخَلاَءُ**: بېخىل، پىخسىق.

**بَدَا يَبْدُو بُدُوًّا وَ بَدَاءً وَ بَدْوًا وَ بَدَاءَةً الْأَمْرُ**: ئاشكارا بولدى، كۆرۈندى.

**بَدَا لَهُ فِي الْأَمْرِ**: يېڭى پىكىرگە كەلدى، باشقىچە ئويدا بولدى.

**كَمَا يَبْدُو**: قارىماققا، مەلۇم بولغىنىدەك.

**«كَانَ يُرِيدُ أَنْ يَتْرُكَ الْإِجْتِمَاعَ ثُمَّ بَدَا لَهُ أَنْ يَنْتَظِرَ»**: ئۇ يىغىننى تاشلاپ كەتمەكچى بولۇۋىدى، كېيىنچە ئۇ تۇرۇپ تۇرۇش ئويىغا كەلدى.

**«كَانَتِ الْحُكُومَةُ كَمَايَبْدُو تُرِيدُ الْقَضَاءَ عَلَى الْفَسَادِ»**: ھۆكۈمەت قارىماققا چىرىكلىكككە خاتىمە بەرمەكچى بولۇۋاتقاندەك تۇرىدۇ.

**«بَدَتْ فُلاَنَةُ أَصْغَرَ مِنْ سِنِّهَا»**: ئۇ ئۆزىنىڭ ئەمەلىي يېشىدىن كىچىك كۆرۈنىدۇ.

**حَسْبَ مَايَبْدُو**: قارىماققا مەلۇم بولغىنىدەك.

**«يَبْدُو أَنَّهُ غَيْرُ مَسْرُورٍ»**: ئۇ خۇشال ئەمەستەك كۆرۈنىدۇ.

**بَدَا يَبْدُو بَدَاوَةً الشَّخْصُ**: قىرغا چىقتى، سەھراغا چىقتى.

**بَدْأٌ.بَدَاءَةٌ**: دەسلەپ، باشلىنىش نۇقتىسى، باشلىنىشى.

**فَعَلَهُ عَوْدًا عَلَى بَدْءٍ أَوْ عَوْدًا وَبَدْأً**: تەكرار قىلدى، قايتا ـ قايتا قىلدى.

**فَعَلْتُهُ بَدْأً أَوْ أَوَّلَ بَدْءٍ**: ھەممىدىن بۇرۇن قىلدىم، ئالدى بىلەن قىلدىم.

**بَدْءُ السَّنَةِ الدِّرَاسِيَّةِ**: ئوقۇش يىلىنىڭ باشلىنىشى.

**بَدَائِيٌّ**: باشلانغۇچ، دەسلەپكى.

**اَلْفَنُّ الْبَدَائِيُّ**: باشلانغۇچ سەنئەت، ئاددىي سەنئەت.

**بَدَائِيٌّ**: ئەسلىدىكى، دەسلەپكى.

**بَدَائِيَّةٌ**: باشلانغۇچ، ئاددىي.

**بَدَائِيَّةٌ (فِي عِلْمِ الْإِنْسَانِ وَالْإِجْتِمَاعِ)**: تەدرىجىي تەرەققىياتنىڭ بىرىنچى باسقۇچى.

**«مَاتَزَالُ بَعْضُ الْأَقْوَامِ تَعِيشُ فِي هَذَا الْقَرْنِ فِي حَالَةٍ بَدَائِيَّةٍ»**: بەزى مىللەتلەر بۇ ئەسىردە ھېلىمۇ ئىپتىدائىي ھالەتتە ياشىماقتا.

**بَدَاةٌ ج بَدَوَاتٌ**: خام ـ خىيال، پەرەز.

**بَدَارِ**: چاپسان ـ چاپسان، تېز ـ تېز، ئىلدام، چاققان ـ چاققان.

**بِدَارٌ**: ئالدىرىماق.

**«وَلاَ تَأْكُلُوهَاإِسْرَافًاوَبِدَارًاأَنْ يَكْبَرُوا» (قۇرئان)**: ئۇلارنىڭ چوڭ بولۇپ قېلىشىدىن قورقۇپ، مال ـ مۈلكىنى بۇزۇپ ـ چېچىپ ئالدىراپ يەۋالماڭلار.

**اَلْبِدَارَ اَلْبِدَارَ**: تېز بولغىن، ئالدىرىغىن، تېز كەلگىن.

**بَدَارَةٌ**: چۈجە.

**بَدَانَةٌ**: سېمىزلىك.

**بَدَاهَةٌ**: ھېس قىلغان بىلىم، بىۋاسىتە سېزىم.

**بِالْبَدَاهَةِ**: تۇيساتتىنلا، دەرھاللا، بىۋاسىتە سېزىم.

**بَدَاوَةٌ**: كۆچمەن تۇرمۇش، سەرگەردانلىق تۇرمۇش.

**بِدَايَةٌ ج بِدَايَاتٌ**: دەسلەپكى، باشلىنىشى، چىقىش نۇقتىسى.

**فِي الْبِدَايَةِ**: باشتا، دەسلەپتە، ئاۋۋالدا.

**فِي بِدَايَةِ الْأَمْرِ**: ئىشنىڭ بېشىدا.

**اَلْبِدَايَةُ وَ النِّهَايَةُ**: باشلىنىش ۋە ئاخىرلىشىش، بېشى ۋە ئاخىرى.

**«اِنْطَلَقَ فِي حَيَاتِهِمِنْ بِدَايَةٍمُتَوَاضِعَةٍ»**: ھاياتىدا ئىشنى ئاددىي باشلىنىشتىن باشلىدى.

**بَدَأَ يَبْدَأُ بَدْأً**: باشلىدى.

**«يَجِبُ أَنْ تَبْدَأَ فِي الْعَمَلِ حَالاً»**: سەن ھازىر ئىشنى باشلىشىڭ كېرەك.

**بَدَأَ الشَّيْءَ وَبِهِ:** ئالدى بىلەن قىلدى، ھەممىنىڭ ئالدىدا باشلىدى، ھەممىنىڭ ئالدىدا كىرىشتى.

**بَدَأَ يَفْعَلُ كَذَا:** كىرىشتى، باشلىدى.

**«بَدَأَ يَقْرَأُ الْكِتَابَ» :** كىتاب ئوقۇشقا باشلىدى.

**بَدَأَ الشَّيْءُ:** پەيدا بولدى، بارلىققا كەلدى.

**بَدَأَ اللهُ الْخَلْقَ:** ئاللاھ مەخلۇقاتنى يوقتىن بار قىلدى.

**«بَدَأَ الْكَاتِبُ مَقَالَهُ بِمُقَدِّمَةٍ عَنْ مَنْهَجِهِ» :** يازغۇچى ئۆزىنىڭ ماقالىسىنى ئۆز مەسلىكى ئۈستىدە توختىلىدىغان مۇقەددىمە بىلەن باشلىدى.

**«بَدَأَتِ الْحَيَاةُ تَعُودُ إِلَى وَضْعِهَا الطَّبِيعِيِّ» :** ھايات ئۆزىنىڭ تەبىئىي ھالىتىگە قايتىشقا باشلىدى.

**«يَبْدَأُ الْعَمَلُ فِي السَّابِعَةِ صَبَاحًا» :** ئىش ئەتىگەن سائەت يەتتىدە باشلىنىدۇ.

**بَدَّ يَبُدُّ بَدًّا رِجْلَيْهِ:** چاتراقنى كەردى.

**بُدٌّ:** قېچىش يولى؛ ھەسسە، ئۈلۈش؛ قاچىدىغان يول؛ تېگىشلىك قىسىم.

**لَابُدَّ و مِنْ غَيْرِبُدٍّ:** چوقۇم، جەزمەن، مۇقەررەر، كەم بولسا بولمايدىغان.

**لَابُدَّ مِنْهُ:** زۆرۈر، شەرت، لازىم، تېگىشلىك، ھاجەت.

**لَابُدَّ أَنَّ:** چوقۇم، زۆرۈر.

**لَابُدَّ مِمَّا لَيْسَ مِنْهُ بُدٌّ:** پېشانىگە پۈتۈلگەندىن قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدۇ.

**«لَابُدَّ مِنْ مَحْوِ الْأُمِّيَّةِ إِذَا أَرَدْنَا أَنْ نَرْفَعَ مُسْتَوَى الْمَعِيشَةِ فِي الْبِلَادِ» :** ئەگەر مەملىكەتنىڭ تۇرمۇش سەۋىيىسىنى يۇقىرى كۆتۈرمەكچى بولىدىكەنمىز، چوقۇم ساۋاتسىزلىقنى تۈگىتىشىمىز كېرەك.

**«لَابُدَّ أَنَّكَ مُسْتَعِدٌّ لِتَحَمُّلِ الْمَسْؤُولِيَّةِ»** سەن مەسئۇلىيەتنى ئۈستۈڭگە ئېلىش ئۈچۈن تەييار تۇرۇشۇڭ كېرەك.

**«مَنْ سَارَ عَلَى الطَّرِيقِ الصَّحِيحِ لَابُدَّ أَنْ يَصِلَ إِلَى مَا يُرِيدُ» :** توغرا يولدا ماڭغان ئادەم چوقۇم مەقسىتىگە يېتىدۇ.

**حَدَثَتْ حَادِثَةٌ لَابُدَّ مِنْهَا:** ساقلانغىلى قىيىن بولغان بىر ۋەقە يۈز بەردى.

**بَدَّالٌ:** يېمەك - ئىچمەك سودىگىرى، ھۆپپىگەر، سەرراپ.

**بَدَّالَةٌ ج بَدَّالَاتُ التِّلِفُونَاتِ:** تېلېفون باش ئاپپاراتى.

**بَدَّدَ يُبَدِّدُ تَبْدِيدًا:** ئايرىۋەتتى، تارقىتىۋەتتى.

**بَدَّدَ الْمَالَ:** مالنى بۇزۇپ چېچىۋەتتى.

**بَدَّدَ ظُنُونَهُ:** ئۇنىڭ گۇمانلىرىنى تۈگەتتى.

**بَدَّدَ طَاقَتَهُ بِدُونِ تَخْطِيطٍ أَوْتَفْكِيرٍ:** ئۆز كۈچىنى پىلانسىز ۋە ئويلىماستىن بىكار قىلىۋەتتى.

**بَدَّعَ يُبَدِّعُ تَبْدِيعًا الشَّخْصَ:** ئۇنى بىدئەتچى دەپ تۆھمەت قىلدى.

**بَدَّعَ الشَّخْصَ:** ئىجاد قىلدى، كەشىپ قىلدى.

**بَدَّلَ يُبَدِّلُ تَبْدِيلًا:** ئالماشتۇردى، يەڭگۈشلىدى، ئۆزگەرتتى.

**بَدَّلَ الْكَلَامَ:** سۆزنى ئۆزگەرتىۋەتتى.

**بَدَّلَ الشَّيْءَ بِغَيْرِهِ:** تېگىشىۋالدى.

**«بَدَّلَ الثَّوْبَ الْجَدِيدَ بِالثَّوْبِ الْقَدِيمِ» :** يېڭى كىيىمنى كونا كىيىمگە تېگىشتى.

**بَدَّنَ يُبَدِّنُ تَبْدِينًاالرَّجُلُ:** ياشىنىپ قالدى.

**«أَنَّ الرَّسُولَ لَمَّا بَدَّنَ قَالَ تَمِيمٌ الدَّارِيُّ أَلَا نَتَّخِذُلَكَ مِنْبَرًا» (حديث) :** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياشىنىپ قالغان چاغدا تەمىيمۇددارى ئۇنىڭغا: «بىرەر مۇنبەر قويۇۋالساڭچۇ» دېدى.

**بَدَرَ يَبْدُرُ بُدُورًا إِلَيْهِ:** ئالدىرىدى، ئالدىغا ئۆتۈۋالدى، ئالدىنى تالاشتى، ئالدىدا ماڭدى.

**بَدَرَ الشَّخْصَ بِالشَّيْءِ:** ئالدىراتتى.

**بَدَرَ صَدِيقَهُ بِالتَّحِيَّةِ وَالسُّؤَالِ عَنْ حَالِهِ :** دوستىنى سالام ۋە ھال سوراشلار بىلەن ئالدىرىتىپ قويدى.

**بَدَرَتْ بَادِرَةٌ مِنْهُ:** ئاغزىدىن چىقىپ كەتتى، دەپ تاشلىدى، ئارتۇقچە گەپ قىلىپ قويدى.

**بَدَرَتْ كَلِمَةٌ:** دەپ تاشلىدى، ئاغزىدىن چىقىپ كەتتى، ئۇشۇقچە گەپ قىلىپ قويدى.

**بَدَرَتْ مِنْهُ كَلِمَاتٌ نَابِيَةٌ:** ئۇنىڭ ئاغزىدىن سەت گەپلەر چىقىپ كېتىپ قالدى.

صَحِيحُ الْبِنْيَةِ: تېنى ساغلام.

ضَعِيفُ الْبِنْيَةِ: تېنى ئاجىز، سالامەتلىكى ناچار.

قَوِيُّ الْبِنْيَةِ: بەدىنى كۈچلۈك.

«عَاشَ الْمُجْتَمَعُ الْعَرَبِيُّ أَمَدًا طَوِيلاً ثَابِتًا فِي بِنْيَتِهِ الْإِجْتِمَاعِيَّةِ وَنُظُمِهِ الْإِقْتِصَادِيَّةِ»: ئەرەب جەمئىيىتى ئۆزىنىڭ ئىجتىمائىي شارا- ئىتى ۋە ئىقتىسادىي تۈزۈمىگە تايىنىپ مۇستەھكەم ھالدا ئۇزۇن مۇددەت ياشىدى.

بِنْيَةُ الْكَلِمَةِ: سۆز قۇرۇلمىسى.

فُلاَنٌ صَحِيحُ الْبِنْيَةِ: تېنى ساغلام.

بُنْيَةٌ ج بُنًى: بىنا قىلىنغان، سېلىنغان، بىنا، قۇرۇلۇش.

بُنَيقَةٌ ج بَنَائِقُ: ياقا.

بُنَيقَةٌ مَقْلُوبَةٌ: قايرىما ياقا.

بَنِينٌ: سېمىز؛ چوڭقۇر پىكىرلىك.

بُنَيَّ: ئوغلۇم، بالام.

يَابُنَيَّ: ئوغۇلچىقىم.

«يَا بُنَيَّ لاَ تُشْرِكْ بِاللّٰهِ» «قرآن»: ئى ئوغلۇم، ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرمە!

بُنَيَّاتُ الطَّرِيقِ: كىچىك يوللار.

بَهَا يَبْهُو بَهَاءً بَهَاوَةً: چىرايلىق بولدى، گۈزەل- لەشتى، كۆركەم بولدى.

بَهَاءٌ: گۈزەللىك، كۆركەملىك.

بَهَائِيٌّ: بەھائىيىيە مەزھىپىگە مەنسۇپ ئادەم.

بَهَائِيَّةٌ: بەھائىيىيە مەزھىپى.

بَهَارٌ: گۈزەل شەيئى، خۇشبۇي ئۆسۈملۈك.

بَهَارٌ ج بَهَارَاتٌ: دورا ـ دەرمان؛ خۇش پۇراق؛ ئۇپا ـ ئەڭلىك.

بَهَارُ النَّاعِمِ: قارامۇچ.

بُهَارٌ: ساپ پاختا؛ ئاق بېلىق؛ بۇت، بوك؛ سۇ قاچىسى.

بَهَارَاتٌ: تاماقنىڭ تەمىنى ئەڭشەيدىغان دورا ـ دەرمەكلەر.

بَهَاقٌ: بەھەق تېرە كېسەلى، ئاق كېسەل.

بِهَامٌ: موزاي؛ قوزا؛ ئوغلاق.

بَهَتَهُ يَبْهَتُ بَهْتًا الشَّيْءُ: ھەيران قالدۇردى، ھەيرەتتە قالدۇردى.

«بَلْ تَأْتِيهِمْ بَغْتَةً فَتَبْهَتُهُمْ فَلاَيَسْتَطِيعُونَ رَدَّهَا وَلاَ هُمْ يُنْظَرُونَ» «قرآن»: لېكىن قىيامەت ئۇلارغا تۇيۇقسىز كېلىدۇ ـ دە، ئۇلارنى ھەيرەتتە قالدۇرىدۇ. ئۇلار قىيامەتكە قارشىلىق كۆرسىتەلمەيدۇ، ئۇلارغا مۆھلەتمۇ بېرىلمەي- دۇ.

بَهَتَ يَبْهَتُ بَهْتَةً وَ بُهْتَانًا وَ بَهْتًا: قارىلىدى، بوھتان چاپلىدى.

بُهِتَ يُبْهَتُ بَهْتًا: تېڭىرقاپ قالدى، ئاغزىنى ئاچالماي قالدى.

بَهَتَ اللَّوْنُ: رەڭگى ئۆچتى، ئۆڭۈپ كەتتى.

بُهِتَ الرَّجُلُ: تېڭىرقاپ قالدى.

«فَبُهِتَ الَّذِي كَفَرَ» «قرآن»: كاپىر ئېغىز ئاچالماي قالدى.

«اَلشِّعْرُ إِذَا تُرْجِمَ نَثْرًا ذَهَبَ بَهَاؤُهُ وَضَاعَ رُوَاؤُهُ وَبَهِتَ رَوْنَقُهُ»: شېئىر نەسر شەكلى- دە تەرجىمە قىلىنغاندا، ئۇنىڭ كۆركەملىكى تۆكۈلىدۇ. گۈزەللىكى يوقىلىدۇ، جۇلاسى خۇنۈكلىشىدۇ.

بُهْتٌ. بُهْتَانٌ: يالغان، بوھتان، تۆھمەت، يالغان- ياۋىداق.

«هَذَا بُهْتَانٌ عَظِيمٌ» «قرآن»: بۇ چوڭ بوھتان- دۇر.

«مِنَ النَّاسِ مَنْ يَدَّعِي التَّقْوَى زُورًا وَبُهْتَانًا»: بەزى كىشىلەر يالغان تەقۋادارلىق دەۋاسىنى قىلىدۇ.

بَهَجَ يَبْهَجُ بَهْجًا: خۇشال قىلدى، خۇرسەن قىلدى، خۇش قىلدى.

بَهِجَ يَبْهَجُ بَهَجًا بَهْجَةً: شادلاندى، خۇرسەن بولدى، خۇش بولدى.

بَهِجَ الشَّيْءُ: چىرايلىق بولدى، گۈزەل بولدى.

«بَلَغَنِي نَبَأُ نَجَاحِكَ فَبَهِجْتُ بِهِ»: مەن سېنىڭ مۇۋەپپەقىيەت قازانغانلىق خەۋىرىڭنى ئاڭلاپ خۇشاللاندىم.

بَهِجٌ ج بَهِجُونَ: خۇشال قىلغۇچى.

**بَهْجَةٌ:** خۇشاللىق، شادلىق، نۇرلۇق، پارلاق، بايراش، شادلىنىش، گۈزەللىك.

**«فَأَنْبَتْنَا بِهِ حَدَائِقَ ذَاتَ بَهْجَةٍ»** (قۇرئان): بىز ئۇنىڭ بىلەن گۈزەل باغلارنى يېتىشتۈردۇق.

**غَرِقَ فِي بَهْجَةِ الْعِيدِ:** ئۇ بايرام خۇشاللىقىغا چۆمدى.

**«كَانَ الْمُمَثِّلُ يَعْرِفُ كَيْفَ يُدْخِلُ الْبَهْجَةَ فِي قُلُوبِ النَّاسِ»:** ئارتىس كىشىلەرنىڭ دىلىنى قانداق خۇشال قىلىشنى بىلەتتى.

**بَهْدَلَ يُبَهْدِلُ بَهْدَلَةً فِي مَشْيِهِ:** تېز ماڭدى.

**بَهْدَلٌ:** سېرتلان كۆچۈكى؛ يېشىل قۇش.

**بَهَرَ يَبْهَرُ بَهْرًا بُهُورًا النَّظَرَ:** كۆزنى چاقناتتى، كۆزنى قاماشتۇردى، ھالسىراتتى.

**«بَرِيقُ الْأَحْجَارِ الْكَرِيمَةِ الْمُلَوَّنَةِ يَبْهَرُ الْأَنْظَارَ»:** رەڭدار ئېسىل تاشلارنىڭ يالتىرىشى كۆزنى قاماشتۇرىدۇ.

**بَهَرَ بَصَرَهُ:** كۆزنى ئىمىر - چىمىر قىلىۋەتتى.

**بَهَرَهُ الْأَمْرُ:** چارچىتىۋەتتى، ھالسىزلاندۇرۇۋەتتى.

**بَهَرَهُ الشَّيْءُ:** ھاڭ - تاڭ قالدۇردى، ھەيران قالدۇردى.

**بَهَرَ أَصْدِقَاءَهُ:** دوستلىرىنى ھەيران قالدۇردى.

**«بَهَرَتْنِي طَرِيقَتُهُ فِي الْبَحْثِ»:** ئۇنىڭ تەتقىقات ئۇسۇلى مېنى ھەيران قالدۇردى.

**بُهِرَ:** چارچاپ نەپىسى سىقىلىپ كەتتى.

**بَهْرٌ:** ھاسىراش، ھۆمىدەش.

**بُهْرُ الظَّلَامِ:** قاپقاراڭغۇ، تۇمان.

**بَهْرًا لَهُ:** قىزىقارلىق، ئاجايىپ.

**بَهْرًا لَهُ مَا أَسْخَاهُ:** ئەجەبلىنەرلىكى شۇكى، ئۇ نېمىدېگەن سېخى.

**بَهَر (طِبِّيًّا):** نەپەسنىڭ توختاپ قېلىشى.

**بُهْرَةٌ:** ئوتتۇرىسى، مەركىزى.

**بُهْرَةُ الشِّتَاءِ:** قىشنىڭ ئوتتۇرىسى.

**بَهْرَجَ يُبَهْرِجُ بَهْرَجَةً:** ياسىدى، زىننەتلەندى، سۆلەتۋازلىق قىلدى.

**بَهْرَجَ الشَّيْءَ:** زىننەتلىدى، چىرايلىق قىلدى، بېزىدى.

**بَهْرَجٌ:** ساختا، يالغان، ياسالما.

**«لَا يَعْرِفُ جَيِّدَ الرَّأْيِ مِنْ بَهْرَجِهِ»:** ئۇ پىكىرنىڭ ياخشى - يامىنىنى پەرق قىلالمايدۇ.

**بَهْرَمَانٌ:** سېرىق بوياق.

**بَهَظَ يَبْهَظُ بَهْظًا:** ئېغىرلاشتۇردى، چارچىتىۋەتتى، ئارتۇق قاچىلاندى، تەس بولدى، قىيىنلاشتى.

**بَهَظَهُ الْحِمْلُ:** يۈك ئېغىر كەلدى.

**بَهَقٌ:** ئاق كېسەل بەھەق.

**بَهَقُ الصَّخْرِ:** مۇخ، تاش قىنا، شايىنەك.

**بَهَلَ يَبْهَلُ بَهْلًا اللهُ:** ئاللاھ لەنەت قىلسۇن.

**بَهْلَةٌ:** لەنەت، قارغىش.

**بَهْلَوَانٌ ج بَهْلَوَانَاتٌ:** دارۋاز، سېرك ئارتىسى؛ سىپورتچى؛ بوكسچى.

**بَهْلَوَانِيٌّ ج بَهْلَوَانِيَّاتٌ:** سېركچىلىك، دارۋازلىق.

**بَهْلَوَانِيَّةٌ ج بَهْلَوَانِيَّاتٌ:** سېركچى، دارۋاز، پەھلىۋان.

**حَرَكَاتٌ بَهْلَوَانِيَّةٌ:** سېرك ئويۇنى، دارۋازلىق ئويۇنى.

**بُهْلُولٌ ج بَهَالِيلُ:** كۆلكۆنچەك، قىزىقچى، خۇش چاقچاق؛ ئېسىلزادە.

**بَهَمٌ، بَهْمٌ:** موزاي؛ توريلاق؛ قوزا، پاقلان؛ ئوغلاق.

**بَهْمَةٌ ج وَبِهَامٌ:** قوزا.

**بَهَّتَ يُبَهِّتُ تَبْهِيتًا:** ھەيران قالدۇردى، ھاڭ - تاڭ قالدۇردى.

**بَهْوٌ ج أَبْهَاءٌ:** مېھمانخانا، مېھمان كۈتۈش ئۆيى، كەڭ جاي، كەڭ ئۆرۈن، زال.

**«لِلْمَنْزِلِ بَهْوٌ فَسِيحٌ يُوَصِّلُ إِلَى الْمَطْبَخِ»:** ئۆينىڭ ئاشخانىغا ئۇتاشتۇرۇلغان چوڭ بىر زالى بار.

**بَهْوَرَ يُبَهْوِرُ بَهْوَرَةً الْجُرْحَ:** يارىنى كېڭەيتتى.

**بَهِيَ يَبْهَى بَهَاءً:** چىرايلىق بولدى، گۈزەللەشتى، كۆركەم بولدى.

**بَهِيجٌ:** چىرايلىق ، كۆركەم.

**وَجْهٌ بَهِيجٌ:** خۇشال چىراي.

**مَنْظَرٌ بَهِيجٌ:** چىرايلىق مەنزىرە.

**بَهِيمٌ ج بُهْمٌ و بُهُمٌ:** قاپقارا، تۇم قارا.

**لَيْلٌ بَهِيمٌ:** قاپقاراڭغۇ كېچە.

**فَرَسٌ بَهِيمٌ:** قارا ئات.

**اَلْبَهِيمُ مِنَ الْأَصْوَاتِ:** ئەكس ساداسىز ئاۋاز.

**بَهِيمَةٌ ج بَهَائِمُ:** هايۋان، ئۆي هايۋانلىرى، مال ـ چارۋا، ئۇلاق.

**«كَانَ الْحُكْمُ الْإِقْطَاعِيُّ يُعَامِلُ الْفَلَّاحِيْنَ مُعَامَلَةَ الْبَهَائِمِ»:** فېئوداللىق هاكىمىيەت دېهقانلارغا هايۋانلارغا مۇئامىلە قىلغاندەك مۇئامىلە قىلاتتى.

**بَهِيمِيٌّ:** هايۋانىي، هايۋان تەبىئەتلىك، هايۋان سۈپەت، ياۋايى.

**بَهِيمِيَّةٌ:** ۋەهشىيلىك، هايۋانىي تەلەپ، شەهۋانىي تەلەپ.

**شَهْوَةٌ بَهِيمِيَّةٌ:** هايۋانىي شەهۋەت.

**بَهِيمِيَّةُ الْمَزْرَعَةِ:** ئىش هايۋانلىرى، ئۆي هايۋانلىرى، ئات ـ ئۇلاق.

**بَهِيٌّ ج أَبْهِيَاءُ م بَهِيَّةٌ ج بَهَايَا:** چىرايلىق، گۈزەل، نۇرانە، نۇرلۇق.

**بَوَاءٌ:** بوغما يىلان.

**بِوَابَةٌ:** دەرۋازىۋەنلىك.

**بَوَارٌ ج بُورٌ:** ئاقتاما يەر.

**بَوَارٌ:** هالاك بولۇش، يوقۇلۇش، مۇنقەرز بولۇش، خاراب بولۇش؛ تاشلىنىپ قالغان، ئاق قالغان.

**دَارُالْبَوَارِ:** دوزاخ، جەهەننەم، هالاكەت مەۋقەسى.

**«وَأَحَلُّوا قَوْمَهُمْ دَارَ الْبَوَارِ» «قرآن»:** ئۇلار ئۆز قەۋمىنى هالاكەت مەۋقەسىگە چۈشۈرۈپ قويدى.

**بَوَاكِي:** ئاسما كۆۋرۈك.

**بُوَالٌ:** شىبكەر سىيىش كېسىلى، دىئابىت.

**بُوتَقَةٌ. بَوْتَقَةٌ ج بَوَاتِقُ وَ بَوْتَقَاتٌ:** تىگىلچە، بوتا (زەرگەرنىڭ ئالتۇن ئېرىتىدىغان قاچىسى).

**لِلصَّائِغِ بُوْتَقَةٌ خَاصَّةٌ لِصَهْرِ الذَّهَبِ وَالْفِضَّةِ وَغَيْرِهِمَا مِنَ الْمَعَادِنِ:** زەرگەرنىڭ ئالتۇن ـ كۈمۈش ۋە باشقا مەدەنلەرنى ئېرىتىدىغان مەخسۇس ئوچىقى بار.

**بَوْحٌ:** ئاشكارىلاپ قويماق، دەپ قويماق.

**بُوذِيٌّ:** بۇددىست، بۇددا دىنى ئېتىقادچىسى.

**بُوذِيَّةٌ:** بۇددا دىنى، بۇددىزىم.

**بُوْرٌ:** بۇزۇق، ئەسكى، هالاك بولغان.

**«وَكَانُوْا قَوْمًا بُورًا» «قرآن»:** ئۇلار هالاك بولغۇچى قەۋم ئىدى.

**بُورْصَةٌ ج بُرْصَاتٌ:** سودا ـ سېتىق ئورنى، يەرمەنكە؛ بىرژا.

**بُورْصَةُ الْأَوْرَاقِ الْمَالِيَّةِ:** ئاكسىيە بازىرى.

**بُورْصَةُ الْبِضَاعَةِ:** تاۋار سودا بازىرى.

**بُورْصَةُ الْغَلَّاتِ:** ئاشلىق بازىرى، ئوزۇق ـ تۈلۈك بازىرى.

**بُوسَةٌ ج بُوْسَاتٌ:** سويۇش، ئۆپۈش، بوسە قىلىش.

**بَوْشٌ ج أَبْوَاشٌ:** بىر توپ مۇتتەهەم، قۇلاق كەستى، لۈكچەك، كاللا كېسەر، جېدەلخور.

**بُوصٌ:** يىپەك ياكى كەندىر توقۇلما.

**بَوصَاءٌ:** پوجاڭزا.

**بُوصَةٌ ج بُوصَاتٌ:** قومۇش.

**بُوصَةٌ هِنْدِيَّةٌ:** بامبۇك.

**بُوصَةٌ:** ئىنگلىز مىلى.

**بُوْصَةٌ مُكَعَّبَةٌ:** كۇپ؛ سۇلۇق (هەجىم).

**بُوصِلَةٌ. بُوصَلَةٌ ج بُوْصَلَاتٌ:** كومپاس، قىبلىنامە.

**«كَانَ الْمَلَّاحُونَ قَبْلَ اكْتِشَافِ الْبُوصِلَةِ يَهْتَدُونَ بِالنُّجُومِ»:** كومپاس كەشىپ قىلىنىشتىن بۇرۇن كېمىچىلەر يۇلتۇزلارغا قاراپ توغرا يولنى بەلگىلەيتتى.

**بُوعٌ:** ئوشۇق سۆڭىكى.

**بُوقٌ ج أَبْوَاقٌ:** بۇرغا، كاناي، سوناي.

**أَصْبَحَ بُوقًا:** ... نىڭ كانىيى بولۇپ قالدى، ... نىڭ كۈيپاڭچىسى بولۇپ قالدى.

هُوَ بُوق لِلْحُكْمِ: ئۇ ھاكىمىيەتنىڭ جارچىسى، ھاكىمىيەتنىڭ كانىيى، ھاكىمىيەتنىڭ تەشۋىقاتچىسى.

«لَقَدْ أَصْبَحَ الْأَدَبُ عِنْدَ بَعْضِ الْكُتَّابِ بُوقًا لِهٰذَا الْمَذْهَبِ أَوْذَاكَ» : بەزى يازغۇچىلارنىڭ نەزەرىدە ئەدەبىيات بۇ مەسلەك ياكى ئۇ مەسلەكنىڭ كۈيپاڭچىسىغا ئايلىنىپ قالغان.

بُوقَالٌ: كوزا.

بَوْلٌ ج أَبْوَالٌ: سۈيدۈك، ئىدرار.

مَجْرَى الْبَوْلِ: سۈيدۈك يولى.

بَوْلٌ سُكَّرِيٌّ: قەنت سىيىش كېسەلى، دىئابىت كېسەلى.

بُولِيس: ساقچى؛ ساقچى ئىدارىسى، ساقچىخانا.

اَلْبُولِيسُ الْجِنَائِيُّ: جىنايى ئىشلار ساقچىسى.

بُولِيسُ الْآدَابِ: تەرتىپ ساقچىسى.

اَلْبُولِيسُ السِّرِّيُّ: رازۋېدكا ساقچىسى، پايلاقچى، مەخپىي ساقچى، ئىشپىيون.

اَلْبُولِيسُ الْعَسْكَرِيُّ: ژاندارما.

بُولِيسُ الْمُرُورِ: قاتناش ساقچىسى.

بُولِيسُ الْمَبَاحِثِ: قوغلاپ تۇتۇش ئەترىتى، يوشۇرۇن تەكشۈرۈپ قولغا ئېلىش ئەترىتى.

رِوَايَةٌ بُولِيسِيَّةٌ: رازۋېدكا ھېكايىلىرى، رازۋېدكا ھەققىدە يېزىلغان رومان.

حُكْمٌ بُولِيسِيٌّ: ژاندارما خاراكتېرلىك ھاكىمىيەت.

بَوْلِيٌّ: سۈيدۈككە ئائىت.

تَسَمُّمٌ بَوْلِيٌّ: سۈيدۈكتىن زەھەرلىنىش.

مَسَالِكُ بَوْلِيَّةٌ: سۈيدۈك يوللىرى.

أَمْرَاضٌ بَوْلِيَّةٌ: سۈيدۈك ئاجرىتىش ئەزالىرى كېسەللىكلىرى، بۆرەك ۋە دوۋساق كېسەللىكلىرى.

بُومٌ ج أَبْوَامٌ: مۆقۈش، ئۈكە.

بَوْنٌ: ئارىلىق، مۇساپە، يىراقلىق، پەرق؛ ئوخشىماسلىق.

بَوْنٌ شَاسِعٌ: ناھايىتى زور پەرق.

«مِنَ الصَّعْبِ تَجَاهُلُ الْبَوْنِ الشَّاسِعِ بَيْنَ الْمُعَسْكَرِ الشَّرْقِيِّ وَالْغَرْبِيِّ فِي الْهَدَفِ وَالْمَنْهَجِ» : شەرق ۋە غەربتىن ئىبارەت ئىككى لاگېر ئارىسىدىكى غايە ۋە مەسلەك جەھەتتىكى پەرقنى بىلمەسكە سېلىش قىيىن.

بَوٌّ: تايلاق؛ موزاي؛ قوزا.

فُلَانٌ أَخْدَعُ مِنَ الْبَوِّ: يوكۈنى قوزىدىنمۇ ياۋاش.

بَوَّابٌ: دەرۋازىۋەن، ئىشىك باققۇچى.

بَوَّابُ الْمَعِدَةِ: ئاشقازاننىڭ چىقىش ئېغىزى.

«أَخْبِرِ الْبَوَّابَ مِنْ فَضْلِكَ أَنْ يَتَّصِلَ بِي هَاتِفِيًّا إِذَا جَاءَ أَحَدٌ يَطْلُبُنِي» : ئىشىك ساقلىغۇچىغا ئېيتىپ قويغىن، بىر كىشى مېنى ئىزدەپ كەلسە مەن بىلەن تېلېفون بىلەن ئالاقىلاشسۇن.

بَوَّابَةٌ: دەرۋازا، شەھەر دەرۋازىسى، قوۋۇق.

بَوَّابَةُ السَّدِّ لِدُخُولِ الْمِيَاهِ: چۆشۈرگە، توما.

بَوَّابَةُ الْقَنْطَرَةِ: جومەك؛ توما، چۆشۈرگە.

بَوَّاقٌ ج بَوَّاقُونَ: كانايچى، سۇنايچى.

بَوَّأَ يُبَوِّئُ تَبْوِيئًا الرَّجُلَ مَنْزِلًا: كىشىنى قوندۇرۇپ قالدى.

«تَحْتَاجُ التَّرْجَمَةُ إِلَى دَفْعٍ جَدِيدٍ يُبَوِّؤُهَا الْمَكَانَةَ الَّتِي تَسْتَحِقُّهَا» : تەرجىمىگە تېگىشلىك ئورۇن بېرىش ئۈچۈن ئۇ ئىلگىرى سۈرۈلۈشكە موھتاج.

«وَإِذْ بَوَّأْنَا لِإِبْرَاهِيمَ مَكَانَ الْبَيْتِ» (قرآن) : ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىمغا بەيتۇللانىڭ ئورنىنى بەلگىلەپ بەردۇق.

بَوَّأَ الْمَكَانَ: ئورۇنلاشتۇردى.

بَوَّبَ يُبَوِّبُ تَبْوِيبًا الْكِتَابَ: كىتابنى بابقا بۆلدى، بابقا تەقسىم قىلدى، بابقا ئايرىدى.

بَوَّبَ الْأَشْيَاءَ: نەرسىلەرنى رەتلىدى، نەرسىلەرنى تۈرگە بۆلدى.

بَوَّرَ يُبَوِّرُ تَبْوِيرًا الْأَرْضَ: يەرنى ئاق قالدۇردى، تاشلىۋەتتى.

بَوَّرَ السِّلْعَةَ: تاۋارنى كاساتلاشتۇرۇۋەتتى.

بَوَّزَ يُبَوِّزُ تَبْوِيزًا: چىرايىنى تۈردى، قاپىقىنى

تۈردى.

**بَوَّشَ يُبَوِّشُ تَبْوِيشًا الْقَوْمَ:** ئارىلىشىپ كەتتى، چۇقان - سۈرەن كۆتۈردى، ئالالا - تووا كۆتۈردى.

**بَوَّقَ يُبَوِّقُ تَبْوِيقًا:** بۇرغا چالدى، كاناي چالدى.

**بَوَّلَ يُبَوِّلُ تَبْوِيلًا الطِّفْلَ:** كىچىك بالىنى سىيگۈزدى، تۇستى، كىچىك تاھارەت قىلدۇردى.

**بُوَيَّةٌ ج بُوَيَاتٌ:** بوياق، رەڭ.

**بُوَيَّةٌ جَاهِزَةٌ:** ماي بوياق.

**بُوَيَّةُ جِزَمٍ:** ئاياغ مېيى.

**بُوَيْخِرَةٌ:** كىچىك پاراخوت.

**بُوَيْضَةٌ ج بُوَيْضَاتٌ:** تۇخۇم ھۈجەيرىسى.

**اَلْبَيَاتُ:** كېچىدە باسقۇن قىلىش، ئۇشتۇمتۇت بېسىۋېلىش؛ مۇزىكىنىڭ بىر خىل نامى.

**«وَكَمْ مِنْ قَرْيَةٍ أَهْلَكْنَاهَا فَجَاءَهَا بَأْسُنَا بَيَاتًا أَوْهُمْ قَائِلُونَ»** «قۇرئان»: بىز نۇرغۇن شەھەرنى ھالاك قىلدۇق. بىزنىڭ ئازابىمىز ئۇلارغا كېچىسى ياكى چۈشلۈكى ئۇخلاۋاتقان چاغلىرىدا كەلدى.

**اَلْبَيَاتُ الشَّتَوِيُّ:** ھايۋاننىڭ قىشلىق ئۇيقۇسى، ھايۋانلارنىڭ ئۈچەككە كىرىشى.

**اَلْبَيَاتُ الصَّيْفِيُّ:** ھايۋاننىڭ ئىسسىقتىن قورقۇپ ئارام ئېلىشقا كىرىۋېلىشى، ھايۋاننىڭ يازلىق ئۇيقۇسى.

**بَيَاضٌ:** ئاق، ئاقلىق؛ بوي.

**بَيَاضُ الْبَيْضِ:** تۇخۇم ئېقى.

**ظَلَّ يَعْمَلُ بَيَاضَ يَوْمِهِ:** كۈنبويى ئىشلىدى.

**بَيَاضُ الْعَيْنِ:** كۆزنىڭ ئېقى.

**بَيَاضُ الْيَوْمِ:** كۈندۈز.

**بَيَاضُ الْحَائِطِ:** ھاك سۇيى.

**عَلَى بَيَاضٍ:** ئاق، ئاق قەغەز؛ قار.

**مَرَضُ الْبَيَاضِ:** ئاق كېسەل.

**بَيَاضٌ بِالْأَصْلِ:** بوش قالغان يەر، بوش قالغان ئورۇن (كىتاب بەتلىرىدىكى).

**اَلدِّفَاعُ عَنْ بَيَاضِ الْوَطَنِ:** ۋەتەننىڭ ئىگىلىك ھوقۇقىنى قوغداش، ۋەتەننىڭ مۇستەقىللىقىنى قوغداش.

**«تَرَكَ بَيَاضًا بَيْنَ الْكَلِمَاتِ»:** سۆزلەر ئارىسىنى ئاق قالدۇردى.

**«كَتَبَ لَهُ شِيكًا عَلَى بَيَاضٍ»:** ئاق چەك يېزىپ بەردى.

**بَيَاضُ النَّهَارِ:** كۈندۈز يورۇقى.

**«كَانَ مِنْ عَادَتِهِ أَنْ يَقْطَعَ بَيَاضَ نَهَارِهِ فِي دَارِهِ»:** كۈندۈزنى ئۆيىدە ئۆتكۈزۈش ئۇنىڭ ئادىتى ئىدى.

**بَيَانٌ:** ئاشكارىلاش، ئىزاھلاش، شەرھلەش، چۈشەندۈرۈش، ئېلان، دوكلات، مەلۇمات، لايىھە، پروگرامما، پىلان.

**«هَذَا بَيَانٌ لِلنَّاسِ وَهُدًى وَمَوْعِظَةٌ لِلْمُتَّقِينَ»** «قۇرئان»: بۇ قۇرئان ئىنسانلارغا باياندۇر. تەقۋادارلارغا توغرا يول كۆرسەتكۈچىدۇر، ۋەز-نەسىھەتتۇر.

**«مَنِ ادَّعَى فَعَلَيْهِ الْبَيَانُ»:** دەۋاگەر پاكىت كۆرسىتىشى كېرەك.

**بَيَانٌ رَسْمِيٌّ:** ئۇقتۇرۇش، رەسمى ئۇقتۇرۇش؛ بايانات، ئاخبارات.

**بَيَانٌ وِزَارِيٌّ:** ھۆكۈمەت باياناتى، ھۆكۈمەت تەرەپ باياناتى.

**بَيَانٌ صَحَفِيٌّ:** ئاخبارات.

**اَلْبَيَانُ الْمُشْتَرَكُ:** بىرلەشمە ئاخبارات.

**«أَصْدَرَتْ دُوَلُ الْخَلِيجِ بَيَانًا مُشْتَرَكًا حَوْلَ حُرِّيَّةِ الْمَلَاحَةِ فِي الْخَلِيجِ»:** دېڭىز قولتۇقى دۆلەتلىرى ئۆز رايونىدىكى ئەركىن دېڭىز قاتنىشى توغرىسىدا ئورتاق بايانات ئېلان قىلدى.

**بَيَانٌ إِجْمَالِيٌّ:** ئومۇمىي بايان.

**عِلْمُ الْبَيَانِ:** ئەرەب تىلى ئىستىلىستىكىسىنىڭ 2 - قىسمى.

**حُسْنُ الْبَيَانِ:** پاساھەتلىك، ناتىقلىق.

**«إِنَّ مِنَ الْبَيَانِ لَسِحْرًا»** «حديث»: پاساھەت بىلەن قىلىنغان سۆز كىشىگە سېھىردەك تەسىر قىلىدۇ.

**غَنِيٌّ عَنِ الْبَيَانِ:** ئۆز ـ ئۆزىدىن مەلۇم، چۈشەندۈرۈش ھاجەتسىز، چۈشىنىشلىك، ئېنىق.

**«وَمِمَّا هُوَ غَنِيٌّ عَنِ الْبَيَانِ أَنَّ الْمُسْلِمِيْنَ مَهْمَا كَانَتْ لُغَتُهُمْ يَحْرِصُونَ عَلَى تَعَلُّمِ الْعَرَبِيَّةِ»:** مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئانا تىللىرى بولسىمۇ، ئەرەب تىلىنى ئۆگىنىشكە قىزىقىدىغانلىقىنى سۆزلەپ ئولتۇرۇشنىڭ ھاجىتى يوق.

**بَيَانَاتٌ:** بايانات، مەلۇمات، ماتېرىيال.

**بَيَانِيٌّ:** ئېلانغا مەنسۇپ، دوكلاتقا مۇناسىۋەتلىك، مەلۇماتقا مەنسۇپ.

**رَسْمٌ بَيَانِيٌّ:** رەسىمىي بايان.

**بِيَانُو ج و بِيَانُوهَاتٌ:** پىئانىنو.

**بِيْئَةٌ ج بِيئَاتٌ:** ئورۇن، تۇرالغۇ؛ مۇھىت، شارائىت، ھال، ئەھۋال؛ ھويلا ـ ئارام.

**«أَقَرَّ الْجَمِيعُ بِأَنَّهُ خَبِيرٌ فِي حِمَايَةِ الْبِيئَةِ الطَّبِيعِيَّةِ»:** ئۇنىڭ مۇھىتنى قوغداش مۇتەخەسسىسى ئىكەنلىكىنى ھەممە بىردەك ئېتىراپ قىلىدۇ.

**عِلْمُ الْبِيئَةِ:** مۇھىتشۇناسلىق.

**«عَلَيْنَا أَنْ نَحْتَفِظَ بِنَظَافَةِ الْبِيئَةِ»:** بىز مۇھىت تازىلىقىنى ساقلىشىمىز كېرەك.

**اَلْبِيئَةُ الْإِجْتِمَاعِيَّةُ:** ئىجتىمائىي مۇھىت.

**اَلْبِيئَةُ الثَّقَافِيَّةُ:** مەدەنىيەت مۇھىتى.

**بِيئِيٌّ:** مۇھىتقا خاس، مۇھىتقا مەنسۇپ، مۇھىتقا ئائىت.

**تَلَوُّثٌ بِيئِيٌّ:** مۇھىت بۇلغىنىش.

**«هُنَاكَ عَوَامِلُ بِيئِيَّةٌ تَحُدُّ مِنْ حُرِّيَّةِ الْإِنْسَانِ»:** ئۇ يەردە كىشىنىڭ ئەركىنلىكىنى چەكلەيدىغان مۇھىم ئامىللار مەۋجۇت.

**بَيْتٌ ج بُيُوتٌ و أَبْيَاتٌ:** ئۆي، جاي، تۇرالغۇ، ئائىلە؛ دائىرە؛ قونالغۇ.

**بَيْتُ اللّٰهِ:** كەئبە، بەيتۇللا.

**«حَجَجْتُ بَيْتَ اللّٰهِ سَبْعَ حَجَّاتٍ»:** مەن بەيتۇللانى يەتتە قېتىم ھەج قىلدىم.

**بَيْتُ الْحَرَامِ:** كەئبە، بەيتۇللا.

**بَيْتُ الْمُقَدَّسِ:** قۇددۇس شەرىف، بەيتۇلمۇقەددەس، ئېرۇسالىم.

**بَيْتُ شِعْرٍ:** شېئىرنىڭ ئىككى مىسراسى.

**بَيْتُ مَدَرٍ:** بىنا، ئىمارەت، ئۆي.

**بَيْتُ شَعْرٍ:** چېدىر، كىگىز ئۆي.

**بَيْتُ الْخَلَاءِ:** خالاجاي، ھاجەتخانا، تازىلىق ئۆيى.

**بَيْتُ الرَّاحَةِ:** ھاجەتخانا، خالاجاي.

**بَيْتُ الْإِبْرَةِ:** كومپاس، قىبلىنامە.

**بَيْتُ الْأَوَّلِ:** كىيىم يەڭگۈشلەش ئۆيى، گىرىمخانا.

**بَيْتٌ تِجَارِيٌّ:** دۇكان، ماگىزىن، سودا مەركىزى.

**بَيْتٌ زُجَاجِيٌّ:** پارنىك.

**بَيْتُ الْفَسَادِ:** پاھىشىخانا.

**بَيْتُ الْمَاءِ:** ھاجەتخانا؛ سۇخانا.

**بَيْتُ الْمَالِ:** دۆلەت خەزىنىسى.

**«كَانَ بَيْتُ الْمَالِ يُعْتَبَرُ فِي صَدْرِ الْإِسْلَامِ مِلْكًا لِلْمُسْلِمِيْنَ عَامَّةً»:** ئىسلام دىنىنىڭ دەسلەپكى چاغلىرىدا دۆلەت خەزىنىسى مۇسۇلمانلار ئامىسىنىڭ ئورتاق مۈلكى ھېسابلىناتتى.

**بَيْتُ الْعَنْكَبُوتِ:** ئۆمۈچۈك تورى.

**هَذَا هُوَ بَيْتُ الْقَصِيدِ:** قەسىدە ياكى شېئىر ئىچىدىكى ئەڭ ياخشى بېيىت، شائىرنىڭ مەقسىتى مەركەزلىك ئىپادىلەنگەن بېيىت.

**أَهْلُ الْبَيْتِ:** مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرى، بالا ـ چاقىلىرى، ئەۋلادى.

**اَلْبَيْتُ الْأَبْيَضُ:** ئاق ساراي.

**اَلْبَيْتُ الْعَتِيقُ:** كەئبە، بەيتۇللاھ.

**بَيْتُ الْأُمَّةِ:** كىشىلەر تۇرالغۇسى.

**بَيْتُ الْحِكْمَةِ:** خەلىفە مەئمۇن تەسىس قىلغان ئىلمىي ئورگان بولۇپ، ئۆزىنىڭ كۇتۇپخانىسى ۋە تەرجىمە پائالىيىتى بىلەن داڭق چىقارغان.

**بَيْتُ الدَّاءِ:** ئەسلى يىلتىزى، كېلىپ چىققان جايى.

**بَيْتٌ مَتِينُ الْبِنَاءِ:** پۇختا ئۆي، مۇستەھكەم ئۆي.

**«وَأَتَى الْبُيُوتَ مِنْ أَبْوَابِهَا»:** ئىشنى ئۆز يولى بىلەن قىلدى.

**بُيُوتُ الشَّبَابِ:** ئازغىنە ھەق تۆلەپ ياش مۇساپىرلەرنى كۈتۈۋالىدىغان ئورۇن.

**بُيُوتُ الْعِلْمِ:** ئالىملار يېتىشىپ چىققان داڭلىق ئائىلىلەر.

**«عَلَّتْ بُيُوتُ الْعِلْمِ الْمَشْهُورَةُ تَبُثُّ عُلُومَهَا الدِّينِيَّةَ فِي الْمَسَاجِدِ أَوْ فِي بُيُوتِهَا الْخَاصَّةِ»:** ئالىملار يېتىشىپ چىققان ئائىلىلەر دىنىي ئىلىملەرنى مەسچىتلەردە ياكى خاس ئۆيلىرىدە تارقىتاتتى.

**بَيْتِيٌّ:** ئۆيگە تەۋە، ئائىلىگە ئائىت.

**أَدَوَاتٌ بَيْتِيَّةٌ:** ئائىلە سايمانلىرى.

**وَاجِبَاتٌ بَيْتِيَّةٌ:** ئائىلە يۈكى.

**وَظِيفَةٌ بَيْتِيَّةٌ:** ئائىلە تاپشۇرۇقى.

**«هَلْ أَنْجَزْتَ كُلَّ الْوَظِيفَةِ الْبَيْتِيَّةِ الَّتِي عَيَّنَهَا الْأُسْتَاذُ»:** ئۇستاز تاپشۇرغان ئائىلە تاپشۇرۇقىنىڭ ھەممىسىنى ئىشلەپ بولدۇڭمۇ؟

**بَيْدَ:** باشقا، ئۈچۈن، بولغانلىقى ئۈچۈن.

**بَيْدَ أَنَّ:** لېكىن، بىراق، ئەمما، باشقا.

**إِنَّهُ غَنِيٌّ بَيْدَ أَنَّهُ بَخِيلٌ:** ئۇ باي، لېكىن بېخىلدۇر.

**«أَنَا أَفْصَلُ مَنْ نَطَقَ بِالضَّادِ بَيْدَ أَنِّي مِنْ قُرَيْشٍ»** «حديث»: مەن قۇرەيشتىن بولغانلىقىم ئۈچۈن ئەرەب تىلىدا سۆزلىگۈچىلەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى ھېسابلىنىمەن.

**بَيْدَاءُ ج بِيدٌ و بَيْدَاوَاتٌ:** چۆل - جەزىرە، قاقاسلىق، ساي، دالا.

**اَلْبِيدَاجُوجِيَا:** پېداگوگىكا.

**بَيْدَرَ يُبَيْدِرُ بَيْدَرَةً الْحِنْطَةَ وَنَحْوَهَا:** بۇغداينى خامانغا توپلىدى.

**بَيْدَرٌ ج بَيَادِرُ:** خامان.

**بَيْدَقُ الشِّطْرَنْجِ ج بَيَادِقُ:** پىشكا، پىيادە، كارمىيە، قىسىم، ئەسكەر.

**بَيْذَارٌ بَيْذَارَةٌ:** بەتخەج، ئىسراپخور.

**بَيْذَقٌ ج بَيَاذِقُ:** پىشكا، پىيادە ئەسكەر، كارمىيە، قىسىم، (داملىدا بىر پىيادە ئەسكەرگە ۋەكىللىك قىلىدۇ).

**بِيْرَةٌ:** پىۋا.

**بَيْرَقٌ ج بَيَارِقُ:** تۇغ، ئەلەم، بايراق.

**بَيْرَمُ:** ئۆشكە، بۇرغا، بىگىز.

**بِيرُوقْرَاطِيٌّ:** بيۇروكرات.

**بِيرُوقِرَاطِيَّةٌ:** بيۇروكرات ھاكىمىيەت.

**بَيْزَرَةٌ:** ئوۋ قۇشلىرىنى كۆندۈرۈش.

**بِيشَةٌ:** ئەديال، كىرلىك، ياپقۇچ.

**بَيْضٌ ج بُيُوضٌ وَبِيضَاتٌ:** تۇخۇم.

**بَيْضٌ جَامِدٌ:** پىشىشىق تۇخۇم.

**بَيْضٌ مَقْلُوٌّ:** قورۇلغان تۇخۇم، ياغدا پىشۇرۇلغان تۇخۇم.

**بَيْضٌ مَقْلِيٌّ:** تۇخۇم پوشكىلى، قورۇلغان تۇخۇم.

**بَيْضُ الْأَنُوقِ:** خوراز تۇخۇمى (ئەمەلگە ئېشىشى مۇمكىن بولمىغان ئىش).

**بَيْضَاءُ:** ئاق.

**يَدٌ بَيْضَاءُ:** ئىلتىپات، ئېھسان، نېمەت، شەپقەت.

**اَلرَّايَةُ الْبَيْضَاءُ:** ئاق بايراق.

**رَفَعَ الرَّايَةَ الْبَيْضَاءَ:** ئاق بايراق چىقاردى.

**اَلصَّفْحَةُ الْبَيْضَاءُ:** نۇقسانسىز تەرجىمىھال.

**اَلصَّحِيفَةُ الْبَيْضَاءُ:** نۇقسانسىز تەرجىمىھال.

**كَذْبَةٌ بَيْضَاءُ:** زىيىنى يوق يالغان.

**بَيْضَةٌ ج بَيْضَاتٌ:** دۇبۇلغا؛ تاشاق، ئۇرۇقدان.

**بَيْضَةُ الدِّيكِ:** خوراز تۇخۇمى (مۇمكىن بولمايدىغان ئىش).

**بَيْضَةُ الْخِدْرِ:** ئەپسە ئايال، پاك ئايال، ئىپپەتلىك ئايال.

**بَيْضَةُ الشَّيْءِ:** ئەسلى، يىلتىزى.

**بَيْضَوِيٌّ:** تۇخۇمغا ئائىت، تۇخۇم شەكىللىك.

**«لَا يَهُمُّنَا الشَّكْلُ الْهَنْدَسِيُّ الَّذِي تَأْخُذُهُ الْمَدِينَةُ هَلْ هُوَ مُسْتَدِيرٌ تَمَامًا أَمْ بَيْضَوِيٌّ أَمْ مُرَبَّعٌ»:** شەھەرنىڭ گېئومېترىيىلىك شەكلىنىڭ يۇمىلاق ياكى ئېلىپس ۋە ياكى

چاسا شەكلىدە بولۇشى بىرگە مۇھىم ئەمەس.

**بَيْطَارٌ ج بَيَاطِرَةٌ:** مال دوختۇرى.

**بَيْطَرَ يُبَيْطِرُ بَيْطَرَةً الْحِصَانَ:** ئاتنى تاقىلىدى.

**بَيْطَرَةٌ:** مال دوختۇرلۇق.

**بَيْطَرِيٌّ:** مال دوختۇرلۇق.

**«اَلطَّبِيبُ الْبَيْطَرِيُّ يُعَالِجُ الْحَيَوَانَاتِ» :** مال دوختۇرى ھايۋانلارنى داۋالايدۇ.

**بَيْظٌ:** چۈمۈلە تۇخۇمى؛ مەنى (ئەر ـ ئايال ياكى بۇغرا تۆگىنىڭ).

**بَيْعٌ ج بُيُوعٌ:** ساتماق.

**بَيْعٌ جَبْرِيٌّ:** زورلاپ سېتىش.

**بَيْعٌ عَلَنِيٌّ:** ئاشكارا سېتىش.

**بَيْعٌ بِالْمُنَادَاةِ:** توۋلاپ سېتىش، چاقىرىپ سېتىش.

**اَلْبَيْعُ بِالنَّسِيئَةِ:** نېسى سودا، نېسى تىجارەت.

**اَلْبَيْعُ وَالشِّرَاءُ:** ئېلىش ـ سېتىش، تىجارەت.

**بَيْعٌ اِخْتِيَارِيٌّ:** ئىختىيارىي سېتىش.

**اَلْبَيْعُ بِالْمَزَادِ:** كىمئارتۇق قىلىپ سېتىش.

**بِيعَةُ النَّصَارَى ج بِيَعَاتٌ:** چېركاۋ، ئىبادەتخانا.

**بِيعَةُ الْيَهُودِ:** يەھۇدىلارنىڭ ئىبادەتخانىسى.

**بَيْقُورٌ:** كالا تويى، كالا پادىسى، بىر توپ كالا.

**بِيكَةُ النُّورِ الْكَهْرَبَائِيَّةِ:** لامپوچكا.

**بَيْلَسَانٌ:** بوزۇن دەرىخى.

**بَيْنَ:** ئوتتۇرا، ئوتتۇرىسى، ئارىسى، ئوتتۇرىسىدا، ئارىسىدا.

**«وَأَصْلِحُوا ذَاتَ بَيْنِكُمْ» «قرآن» :** سىلەر ئاراڭلارنى تۈزىتىڭلار!

**وَقَفْتُ بَيْنَ النَّاسِ:** كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا تۇردۇم.

**لَيْسَ بَيْنِي وَبَيْنَهُ اِخْتِلاَفٌ كَبِيرٌ:** ئىككىمىزنىڭ ئارىسىدا چوڭ ئىختىلاپ يوق.

**بَيْنَ:** ئارقىلىق، دا، دە، تا، تە.

**مِنْ بَيْنِ:** ئارقىلىق، دا، دە، تا، تە.

**بَيْنَ يَدَيْهِ:** ئۇنىڭ ئالدىدا.

**بَيْنَ حِيْنٍ وَ حِيْنٍ، بَيْنَ الْفَيْنَةِ وَ الْفَيْنَةِ بَيْنَ فَتْرَةٍ وَأُخْرَى، بَيْنَ سَاعَةٍ وَ أُخْرَى:** ھەرقاچان، ھەممە ۋاقىت، ئۆز ۋاقتىدا، پات ـ پات.

**يَزُورُنَا مَابَيْنَ الْفَيْنَةِ وَالْفَيْنَةِ:** ئۇ، بىزنى پات ـ پات يوقلاپ تۇرىدۇ.

**بَيْنَ سَمْعِ النَّاسِ وَبَصَرِهِمْ:** ئاشكارا، ئوپ ـ ئوچۇق، كىشىلەرنىڭ كۆز ئالدىدا.

**مَابَيْنَ يَوْمٍ وَلَيْلَةٍ:** تۇيۇقسىز، ئۇشتۇمتۇت.

**مَابَيْنَ نَهْرَيْنِ:** دەجلە دەرياسى بىلەن فۇرات دەرياسىنىڭ ئوتتۇرىسى.

**غُرَابُ الْبَيْنِ:** شۇملۇق ئېلىپ كېلىدىغان قاغا. (بۇرۇنقى ئەرەبلەر قاغىنى شۇملۇق ئېلىپ كېلىدۇ دەپ قارايتتى).

**فِيمَا بَيْنَ ذَلِكَ:** ئەينى ۋاقىتتا، شۇ چاغدا.

**حَالَ بَيْنَهُ وَبَيْنَ...:** ئارىلىقتا، ... ئارىدا.

**بَيْنَ الشَّكِّ وَالْيَقِينِ:** گۇمان بىلەن ئىشەنچتە ئارىلىقىدا، بىر ئىشىنىپ بىر ئىشەنمەي.

**مَابَيْنَ كَبِيرٍ وَصَغِيرٍ:** چوڭ ـ كىچىك بولۇپ.

**كَانَ بَيْنَ الْغَافِي وَالْوَاعِي:** ئۇخلىغان بىلەن ئويغانغانلىق ئارىلىقىدا.

**بَيْنَ بَيْنَ:** ئوتتۇراھال، نورمال، يامان ئەمەس، ئادەتتىكىدەك.

**«لَيْسَ الْمَوْضُوعُ بِصَعْبٍ وَلاَ بِسَهْلٍ وَلَكِنَّهُ بَيْنَ بَيْنَ» :** بۇ ماۋزۇ قىيىنمۇ ئەمەس، ئاسانمۇ ئەمەس، ئوتتۇراھال ئىكەن.

**بَيْنِي وَ بَيْنَكَ:** ئارىمىزدا، ئىككىمىزنىڭ ئوتتۇرىسىدا.

**بَيْنَ وَقْتٍ وَ آخَرَ:** ھەممە ۋاقىت، دائىم، ھەرقاچان.

**ذَاتُ الْبَيْنِ:** تۇغقان، نەسەب، دوستلۇق، ئۆچمەنلىك، زىددىيەت.

**«لاَ تَرَى فِي الْمَسْجِدِ إِلاَّ السَّاجِدَ بَيْنَ يَدَيْ رَبِّهِ» :** مەسچىتتە پەقەت پەرۋەردىگارىنىڭ ئالدىدا سەجدە قىلغۇچىدىن باشقىنى كۆرمەيسەن.

**بَيْنَا:** تۇيۇقسىز، ئۇشتۇمتۇت، تۇساتتىن.

**«بَيْنَا مُحَمَّدٌ فِي الْمَكْتَبَةِ إِذْ دَخَلَ عَلَيْهِ أَبُوهُ» :** مۇھەممەد كىتابخانىدا تۇراتتى، ئۇشتۇمتۇت

يېنىغا دادىسى كىرىپ كەلدى.

**بَيْنَمَا. بَيْنَا:** ... غان چاغدا، ... ئارىلىقىدا.

**«بَيْنَمَا أَنَا سَائِرٌ لَمَحْتُ شَبَحًا مُقْبِلاً»:**
مېڭىپ كېتىۋېتىپ تۇساتتىن ئالدى تەرەپتىن كېلىۋاتقان سايىنى كۆرۈپ قالدىم.

**بُيُوتَاتٌ:** ئېسىلزادىلەر ئۆيى.

**بُيُوضٌ:** تۇخۇمدىن تۇغۇلغان، تۇخۇم ئارقىلىق كۆپەيگەن.

**بُيُوضِيٌّ:** ئاق قوتان، قاقىر.

**هَيٌّ مِن بَيٍّ:** ئەسلى ـ پەسلى نامەلۇم.

**بَيَّاتٌ:** كېچىلىك ھۇجۇم، تۇيۇقسىز ئېلىشىش.

**بَيَّارَةٌ:** مېۋىلىك باغ.

**بَيَّاضٌ:** ئاقلامچى؛ قەلەيچى؛ تۇخۇمچى.

**دَجَاجٌ بَيَّاضٌ:** تۇغۇدىغان مېكىيان.

**بَيَّاعٌ ج بَيَّاعُونَ:** چار بازارچى، ساتقۇچى، سودىگەر، پىركازچىك.

**بَيَّتَ يُبَيِّتُ تَبْيِيتًا الضَّيْفَ:** مېھماننى قوندۇرۇۋالدى.

**بَيَّتَ الْعَدُوَّ:** دۈشمەنگە كېچىدە ھۇجۇم قىلدى.

**بَيَّتَ رَأْيَهُ:** ئويغا چۆشتى، پىپىگە چۆشتى، قەستلىدى، پىلانلىدى.

**بَيَّتَ فِي الصَّفِّ:** سىنىپتىن كۆچەلمىدى.

**بَيَّتَهُ:** كېچىسى نىيەت قىلدى.

**بَيَّتَ الشَّيْءَ:** نەرسە مۆلچەرلەندى.

**«هَذَا أَمْرٌ بُيِّتَ بِلَيْلٍ»:** بۇ كېچىسى چارە ـ تەدبىر كۆرۈلگەن ئىش.

**بَيَّتَ الْأَمْرَ:** پىلانلىدى، چوڭقۇر ئويلاندى.

**«لاَ صِيَامَ لِمَنْ لَمْ يُبَيِّتِ الصِّيَامَ» «حديث»:**
روزىنى كېچىسى نىيەت قىلىپ تۇتمىغان ئادەمنىڭ روزىسى قوبۇل بولمايدۇ.

**بَيَّضَ يُبَيِّضُ تَبْيِيضًا الشَّيْءَ:** نەرسىنى ئاقارتتى.

**بَيَّضَ الْحَائِطَ:** تامنى ئاقارتتى.

**بَيَّضَ الْآنِيَةَ:** قاچىغا كۈمۈش رەڭ ھەل بەردى.

**بَيَّضَ الْمَكْتُوبَ:** ئاققا كۆچۈردى.

**بَيَّضَ الْوَجْهَ:** ئۇنى تەقدىرلىدى، ئۇنىڭ يۈزىنى يورۇق قىلدى.

**بَيَّضَ الْأَرُزَّ:** گۈرۈچنى ئاقلىدى، شال سوقتى.

**بَيَّضَ اللّٰهُ صَفْحَتَهُ:** ئاللاھ ئۇنى نۇقسانلاردىن پاك قىلسۇن.

**بَيَّضَ قَلْبَهُ:** ئۇنى پاك قىلدى.

**بَيَّضَ النَّجَاحُ وَجْهَهُ:** مۇۋەپپەقىيەتتىن چىرايى ئېچىلىپ كەتتى.

**بَيَّضَ الرِّسَالَةَ و نَحْوَهَا:** خەتنى تۈزىتىپ قايتا يازدى.

**بَيَّيضَةٌ:** تۇخۇم ھۇجەيرىسى.

**اَلْبَيِّعَانِ:** ساتقۇچى بىلەن ئالغۇچى.

**«اَلْبَيِّعَانِ بِالْخِيَارِ مَالَمْ يَتَفَرَّقَا» «حديث»:**
ئالغۇچى بىلەن ساتقۇچى سودىلاشقان جايىدىن يۆتكىلىپ كەتمىسىلا، ئۇلارنىڭ سودىنى بۇزۇش ئىختىيارى بولىدۇ.

**بَيَّنَ يُبَيِّنُ تَبْيِينًا:** ئاشكارا قىلدى، ئاشكارىلىدى، بايان قىلدى، ئىزاھلىدى.

**«كَذَلِكَ يُبَيِّنُ اللّٰهُ لَكُمُ الْآيَاتِ لَعَلَّكُمْ تَتَفَكَّرُونَ»**
«قرآن»: تەپەككۇر قىلىشىڭلار ئۈچۈن ئاللاھ ئۆز ئايەتلىرىنى سىلەرگە شۇنداق بايان قىلىدۇ.

**«بَيَّنَ الْكَاتِبُ أَهَمَّ الْأَسْبَابِ الَّتِي أَدَّتْ حَرْبَ حَزِيرَانِ ١٩٦٧»:** يازغۇچى 1967 ـ يىلىدىكى 6 ـ ئاي ئۇرۇشىنى كەلتۈرۈپ چىقارغان مۇھىم سەۋەبلەرنى ئېنىق بايان قىلدى.

**بَيِّنٌ:** ئاشكارا، ئېنىق، چۈشىنىشلىك.

**بَيِّنٌ ج أَبْيِنَاءُ وَبُيَنَاءُ و أَبْيَانٌ:** ئۆتكۈر تىل، پاساھەتلىك تىل.

**«يَنْزَعُ هَذَا الشَّاعِرُ نُزُوعًا بَيِّنًا إِلَى التَّجْدِيدِ وَ الْإِبْتِكَارِ»:** ئۇ شائىرنىڭ يېڭىلىق ۋە ئىجادچانلىق خاھىشى ئېنىق.

**بَيِّنَةٌ ج بَيِّنَاتٌ:** دەلىل، ئىسپات، ھۆججەت، پاكىت.

**«أُنْزِلَ فِيهِ الْقُرْآنُ هُدًى لِلنَّاسِ وَبَيِّنَاتٍ مِنَ الْهُدَى وَالْفُرْقَانِ» «قرآن»:** رامىزان ئېيىدا

قۇرئان نازىل بولۇشقا باشلىدى، قۇرئان ئىنسان‌لارغا يېتەكچىدۇر. ھىدايەت قىلغۇچى ۋە ھەق بىلەن ناھەقنى ئايرىغۇچى روشەن ئايەتلەردۇر.

**عَلَى بَيِّنَةٍ مِنْهُ:** تولۇق بىلمىگەن، ئىشەنچىسى كامىل.

«**كُنْتُ عَلَى بَيِّنَةٍ مِنَ الْأَمْرِ فَلَمْ أَقْتَنِعْ بِمَا رَوَاهُ الْمُغْرِضُونَ**» ئىشنىڭ ھەقىقىتىنى بىلەتتىم، شۇڭلاشقا ئۇچۇن مەن يامان غەرەزلىك كىشىلەرنىڭ سۆزلىرىگە ئىشەنمىدىم.

**بَيِّنَةٌ ظَرْفِيَّةٌ:** ۋاستىلىق دەلىل، ۋاستىلىق ئىسپات.

«**اَلْبَيِّنَةُ عَلَى مَنِ ادَّعَى وَالْيَمِينُ عَلَى مَنْ أَنْكَرَ**»: دەۋا قىلغۇچى پاكىت كۆرسىتىشى، ئىنكار قىلغۇچى قەسەم ئىچىشى كېرەك.

**كَانَ عَلَى بَيِّنَةٍ مِنْ أَمْرِهِ:** ئۆز ئىشلىرىنى ئېنىق بىلىدۇ، ئۆز ئىشىنى ئوبدان بىلىدۇ.

**بَيَّى يُبَيِّي تَبْيِيًّا و تَبْيِيَةً الشَّيْءَ:** بايان قىلدى، ئىزاھلىدى.

**بَيَّاكَ اللّٰهُ:** ئاللاھ مەرتىۋەڭنى يۇقىرى قىلسۇن.

# ت

ت «اَلتَّاءُ» : ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ 3 ـ ھەرپى بولۇپ ئەبجەد ھېسابىدا «400» نى بىلدۈرىدۇ.

**تَاءَمَ يُتَائِمُ مُتَاءَمَةً أَخَاهُ:** قوشكېزەك تۇغۇلدى.

**تَاءَمَ بَيْنَ مَدِينَةٍ وَأُخْرَى:** ئىككى شەھەر ئوتتۇرىسىدا، قېرىنداشلىق مۇناسىۋەت ئورناتتى.

**تَابَ يَتُوبُ تَوْبًاو تَوْبَةً و تَابَةً و مَتَابَةً و مَتَابًا و تَتْوِبَةً:** تەۋبە قىلدى، گۇناھىنى تىلىدى، ئاللاھتىن مەغپىرەت تىلىدى، پۇشايمان قىلدى.

**«ثُمَّ تَابَ عَلَيْهِمْ لِيَتُوبُوا» «قرآن» :** ئاندىن ئۇلارنىڭ تەۋبە قىلغۇچىلاردىن بولۇشى ئۈچۈن، ئاللاھ ئۇلارنى تەۋبىگە مۇۋەپپىق قىلدى.

**تَابَ اللّٰهُ عَلَيْهِ:** ئاللاھ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى، ئاللاھ مەغپىرەت قىلدى.

**«عَسَى اللّٰهُ أَنْ يَتُوبَ عَلَيْهِمْ» «قرآن» :** ئاللاھ ئۇلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىشى ئۈمىدلىكتۇر.

**تَابَعَ يُتَابِعُ مُتَابَعَةً:** ئەگەشتى ، كەينىگە كىردى.

**تَابَعَ الرَّئِيسُ عَلَى الْأَمْرِ:** رەئىس قوشۇلدى.

**تَابَعَ الدَّرْسَ:** دەرسنى داۋاملاشتۇردى.

**تَابَعَ الْأَمْرَ:** تەكشۈردى، سۈرۈشتۈردى.

**«لاَ يَعْلَمُ مَاذَا حَلَّ بِطَلَبَتِهِ إِذْ لَمْ يُتَابِعْهُ شَخْصِيًّا مِنْ دَوَائِرِ الْوَزَارَةِ» :** مىنىستىرلىك ئورگانلىرىدىن شەخسەن ئۆزى سۈرۈشتۈرۈپ كۆرمىسە ئوقۇغۇچىلىرىغا نېمە بولغانلىقىنى بىلمەيدۇ.

**«لَقَدْأَنْهَى دِرَاسَتَهُ فِي الْمَدْرَسَةِالْإِعْدَادِيَّةِ وَ سَيُتَابِعُ دِرَاسَتَهُ الثَّانَوِيَّةَ» :** ئۇ، تولۇقسىز ئوتتۇرىنى تۈگەتتى، تولۇق ئوتتۇرىغا چىقىپ ئوقۇيدۇ.

**«دَعْنَا نَسْتَرِح قَلِيلاً قَبْلَ أَنْ نُتَابِعَ الْعَمَلَ» :** ئازراق ئارام ئېلىۋېلىپ ئاندىن ئىشنى داۋاملاشتۇرايلى.

**تَابِعٌ ج تُبَّعٌ و تَبَعَةٌ م تَابِعَةٌ ج تَوَابِعُ:** ئەگەشكۈچى؛ قول ئاستىدىكى؛ شاگىرتى؛ خىزمەتچى؛ بويسۇنغۇچى؛ ئارقىدىكى؛ كەينىدىكى، تەۋە.

**تَابِعَةٌ:** نەتىجە، ئۇنۇم، مەسئۇلىيەت.

**اَلدَّوْلَةُ التَّابِعَةُ:** تەسىر دائىرىسى ئىچىدىكى دۆلەت.

**«اِشْتَرَى الْبَيْتَ بِتَوَابِعِهِ» :** ئۆينى شۇ ئۆيگە تەۋە بولغان نەرسىلىرى بىلەن بىللە سېتىۋالدى، ئۆينى ئىسكىناتلىرى بىلەن قوشۇپ سېتىۋالدى.

**اَلدُّوَلُ التَّوَابِعُ :** تەسىر دائىرىسى ئىچىدىكى دۆلەتلەر.

**تَابِعِيٌّ:** مۇسۇلمان بولغان ھالدا بىرەر ساھابىغا مۇلاقات بولۇپ، مۇسۇلمان پېتى ۋاپات بولغان كىشى.

**تَابِعُ التَّابِعِيِّ:** تابىئىنلارغا مۇلاقات بولغانلار.

**تَابِعِيَّةٌ:** قاراشلىق، تەۋەلىك؛ دۆلەت تەۋەلىكى.

**تَابِلٌ:** دورا ـ دەرمان.

**تَابُوتٌ ج تَوَابِيتُ:** ساندۇق، تاۋۇت، ساندۇقچە.

**تَابُوتُ الْمَوْتَى:** ئۆلۈك ساندۇقى.

**«إِذْ أَوْحَيْنَا إِلَى أُمِّكَ مَايُوْحَى أَنِ اقْذِفِيهِ فِي التَّابُوتِ» «قرآن» :** ئۆز ۋاقتىدا ئاناڭنىڭ كۆڭلىگە پەقەت ۋەھيي ئارقىلىق بىلىنىدىغان نەرسىلەرنى سالدۇق. ئۇنى ساندۇققا سالغىن.

**تَابُوتُ السَّاقِيَةِ:** سوۋغا.

**تَابُورٌ ج تَوَابِيرُ:** كالوننا؛ سەپ.

**اَلتَّابُورُ الْخَامِسُ:** بەشىنچى باشقارما (بىرەر دۆلەتنىڭ دۈشمەن دۆلەتتە يوشۇرۇنغان جاسۇسلىرى ۋە تەرەپدارلىرى)

تَاجٌ ج تِيجَانٌ: تاج.

تَاجُ الْعَرَبِ: ئەرەبلەرنىڭ باش ياغلىقى، سەللە، رومال.

تَاجُ الْأُذُنِ: قۇلاق كىچىكى (قۇلاق سۆپۈرسىنىڭ ئىگىلىپ تۇرغان قىسمى).

تَاجُ الْعَمُودِ: تۈۋرۈكنىڭ بېشىدىكى نەرسە.

حُرُوفُ التَّاجِ: ھەرپلەرنىڭ چوڭ يېزىلىشى.

«تَاجُ الْمُرُوَّةِ التَّوَاضُعُ»: ئادەمگەرچىلىكنىڭ تاجى كەمتەرلىكتۇر.

تَاجَ يَتُوجُ تَوْجًا: بولۇقتى، ئۆچرىدى، ئوگۇش-لۇق بولدى.

تَاجَرَ يُتَاجِرُ مُتَاجَرَةً: سودا قىلدى، تىجارەت قىلدى.

تَاجَرَ فِي بَيْعِ الْبَضَائِعِ الْمُسْتَوْرَدَةِ: ئىمپورت قىلىنغان ماللار سودىسى بىلەن شۇغۇللاندى.

تَاجِرٌ ج تُجَّارٌ و تِجَارٌ و تُجُرٌ: سودىگەر، تىجارەتچى.

تُجَّارُ الْحَرْبِ: ئۇرۇشخۇمارلار.

تَاجِرٌ بِالْعُمُولَةِ: ۋاكالەتچى، سودىگەر.

تَاجِرُ الْجُمْلَةِ: توپ-ساتقۇچى سودىگەر، دۆلك ساتقۇچى سودىگەر.

تَاجِرُ الْمُفَرَّقِ أَوِالْقَطَّاعِيِّ أَوِالتَّجْزِئَةِ: پارچە سېتىش سودىگىرى.

تَاجِرُ دِينٍ: شەخسىي پايدا مەنپەئەت يولىدا ئىنساپ ۋىجدانىنى ساتىدىغان ئادەم.

تَاجِرُ سِيَاسَةٍ: سىياسەت بەدىكى.

تَاجِرُ مَبَادِئَ: پىرىنسىپ بىلەن سودىلاشقۇچى.

تَاجِرَةٌ ج تَوَاجِرُ: ئايال سودىگەر.

تَاجِيُّ الشَّكْلِ: تاجسىمان، تاج شەكىللىك.

اَلشَّرْيَانُ التَّاجِيُّ: تاجسىمان يۈرەك قان تومۇرى.

تَاحَ يَتِيحُ تَيْحًا فِي مَشْيِهِ: ھازىرلاندى، تەييارلاندى، تەق بولدى، ئىمكانىيەت يارىتىلدى.

تَاخَمَ يُتَاخِمُ مُتَاخَمَةً الْمَكَانَ: جاي چېگرىلاندى، تۇتاشتى.

«تُتَاخِمُ حُدُودَ الْعِرَاقِ الشَّرْقِيَّةَ جِبَالٌ عَالِيَةٌ»: ئىراقنىڭ شەرقىي چېگرىسىغا ئېگىز تاغلار تۇتىشىپ كېتىدۇ.

تَارَ يَتِيرُ تَيَرَانًا الْبَحْرُ: دېڭىز دولقۇنلىدى، مەۋج ئۇردى.

تَارَةً: بىر قېتىم؛ گاھى، بەزىدە؛ كۆپ چاغلاردا.

«فَعَلْتُهُ تَارَةً بَعْدَ أُخْرَى»: مەن ئۇنى ئارقا ـ ئارقىدىن قىلدىم.

تَارٌّ: سېمىز.

تَارِزٌ: چىڭ، قاتتىق.

تَارِسٌ: برونېۋىك.

تَارِعٌ ج تَوَارِعُ: يەر كۆلىمى.

تَارَكَ يُتَارِكُ مُتَارَكَةً: سۈلھ قىلدى، ئۇرۇش توختاتتى.

تَارِيخٌ ج تَوَارِيخُ: ئاي ـ كۈن، ۋاقىت، مەزگىل، دەۋر، يىلنامە، ۋەقەلەرنى ۋە ئۇلارنىڭ يۈز بەرگەن ۋاقتىنى خاتىرىلەش.

تَارِيخُ شَخْصٍ: تەرجىمىھال، بىرەر شەخسنىڭ ھاياتى توغرىسىدىكى خاتىرە.

بِلَا تَارِيخٍ: ئاي ـكۈنى يوق، تارىخىي يېزىلمىغان.

شَخْصِيَّاتٌ تَارِيخِيَّةٌ: تارىخىي شەخسلەر.

اَلْمَادِيَّةُ التَّارِيخِيَّةُ: تارىخىي ماتېرىيالىزم.

تَاسِعٌ: توققۇزىنچى.

تَاسِعَ عَشَرَةَ: ئون توققۇزىنچى.

«حَضَرَ فِي الْيَوْمِ التَّاسِعِ مِنَ الشَّهْرِ»: ئۇ مۇشۇ ئاينىڭ 9 ـ كۈنى كەلدى.

تَاسُوعَاءُ: مۇھەررەم (ھىجرىيىنىڭ 1 ـ ئېيى) نىڭ 9 ـ كۈنى.

تَافِزٌ: مەينەت، پاسكىنا، نىجىس، يىرگىنىشلىك.

اَلرَّجُلُ التَّافِزُ: مەينەت ئادەم، پاسكىنا ئادەم.

تَافِهٌ ج تَوَافِهُ: ئادىي؛ ئازغىنە؛ ئاجىز، زەئىپ؛ ناچار، ئەرزىمەس؛ تەمسىز، مەززىسى يوق، لاۋزا.

تَافِهٌ مِنَ الْأَشْيَاءِ: ئەرزىمەس، ئازراقمۇ قىممىتى يوق، ئەرزان.

«اِشْتَرَى الثَّوْبَ بِسِعْرٍ تَافِهٍ»: كىيىمنى ئەرزان

باھادا سېتىۋالدى.

**تَافِهٌ مِنَ النَّاسِ:** ئەرزىمەس ئادەم، پەس ئادەم.

**تَافِهٌ مِنَ الْكَلَامِ:** ئەھمىيەتسىز گەپ، تېتىقسىز گەپ.

**«مِنَ النَّاسِ مَنْ يُضَيِّعُ وَقْتَهُ وَجُهْدَهُ فِي تَوَافِهِ الْأُمُورِ» :** كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا ۋاقتىنى ۋە تىرىشچانلىقىنى ئەرزىمەس ئىشلارغا زايا قىلىۋاتىدىغانلارمۇ بار.

**«لَيْسَ هَذَا سِوَى أَمْرٍ تَافِهٍ وَعَلَيْنَا أَلَّا نُزْعِجَ الْكَثِيرِيْنَ بِهِ» :** بۇ بىر ئەرزىمەس ئىش، ئۇنى دەپ كۆپچىلىكنى چۆچىتىۋەتمەيلى .

**تَاقَ يَتُوقُ تَوْقًا و تُؤُوقًا و تَوَقَانًا و تِيَاقَةً الرَّجُلُ و إِلَيْهِ:** سېغىندى، كۆرگۈسى كەلدى، ئارزۇمەند بولدى، تەشنا بولدى، ئىنتىزار بولدى.

**«كُلُّ جِيْلٍ جَدِيدٍ يَتُوقُ إِلَى تَبْدِيلِ بَعْضِ الْأَوْضَاعِ الْمَوْرُوثَةِ»** ھەربىر يېڭى ئەۋلاد ئەنئەنىۋى ھالەتلەرنى ئۆزگەرتىشكە خۇشتار.

**تَاكَ:** بۇ، ئاۋۇ، ماۋۇ، بۇياق (مۇئەننەس بىرلىك كۆرسىتىش ئالماشلىرى).

**تَالَ يَتُولُ تَوْلاً:** كۆز باغلاپ قايمۇقتۇردى، جادۇ قىلدى.

**تَالِدٌ ج تَوَالِدُ:** ئاتا ـ بوۋىلىرىدىن مىراس قالغان، ئەجدادتىن ئەۋلادقا ئۆتۈپ كېلىۋاتقان، ئەجدادلاردىن قالغان.

**«ذَهَبَ بِالتَّالِدِ وَالطَّرِيْفِ» :** كونا ـ يېڭى ھەممىنى ئېلىپ كەتتى.

**تَالِفٌ ج تَوَالِفُ:** بۇزۇلغان، ۋەيران قىلىنغان.

**تَالِهٌ:** تېڭىرقاپ قالغۇچى، بىئەپ ھالەتتە قالغۇچى.

**تَالِهُ الْعَقْلِ:** ھەيرەتتە قالغۇچى، ئەقلى قاچقۇچى، پىكرى بۆلۈنگۈچى.

**تَالٍ ج تَالِيَاتٌ:** ئات بەيگىسىدە 4 ـ بولۇپ چىققۇچى.

**تَالٍ م تَالِيَةٌ ج تَوَالٍ:** ئەگەشكۈچى، ئىز باسقۇچى؛ تۆۋەندىكى؛ ۋارىس؛ داۋامى، داۋاملاشتۇرغۇچى.

**«يَجِبُ أَنْ نَقِيْسَ الْأَدَبَ بِمَقَايِيْسِ عَصْرِهِ لَا بِمَقَايِيْسِ عَصْرٍ تَالٍ» :** بىز ئەدەبىياتنى كېلىدىغان ئەسىرنىڭ ئۆلچەملىرى بىلەن ئۆلچىمەي، ئۇنى ئۆز زامانىسىنىڭ ئۆلچىمى بىلەن ئۆلچىشىمىز كېرەك.

**بِالتَّالِي:** شۇنىڭ ئۈچۈن، شۇڭا، مۇقەررەر، ئارقىدىنلا، ئىككىنچى، تۆۋەندە.

**«أَنَا أَذْهَبُ مَعَكَ فِي صَبَاحِ الْيَوْمِ التَّالِي إِنْ شَاءَاللّٰهُ» :** خۇدا خالىسا ئىككىنچى كۈنى ئەتىگەندە مەن سەن بىلەن بىللە بارىمەن.

**تَامَهُ يَتِيمُ تَيْمًا الْحُبُّ:** ئۇنى ئىشق ـ مۇھەببەت چىرمىۋالدى، ئاشىقى بىقارار بولدى.

**تَامٌّ:** پۈتۈنلەي، تولۇق، پۈتۈن.

**بَدْرٌ تَامٌّ:** تولۇن ئاي، تولغان ئاي.

**تَامُولٌ:** ئالقات مۇرابباسى، سىترات مۇرابباسى.

**تَانِ:** ئىككىسى، ئىككى، بۇ ئىككىسى (ئايال) مۇئەننەس ئىككىلىك كۆرسىتىش ئالماشلىرى.

**تَانْبُولٌ:** ئالقات مۇرابباسى، سىترات مۇرابباسى.

**تَانِكَ و تَانِّكَ:** بۇ ئىككىسى (ئايال) مۇئەننەس ئىككىلىك كۆرسىتىش ئالماشلىرى.

**تَاهَ يَتِيهُ تَيْهًا و تَيَهَانًا:** ئازدى، ئاداشتى، يولدىن ئازدى؛ ھالاك بولدى.

**تَاهَ فِي الْأَرْضِ:** ئېزىپ قالدى، ئادىشىپ قالدى.

**«قَالَ فَإِنَّهَا مُحَرَّمَةٌ عَلَيْهِمْ أَرْبَعِيْنَ سَنَةً يَتِيهُونَ فِي الْأَرْضِ» «قۇرئان» :** ئاللاھ دېدى: «ئۇلارنىڭ مۇقەددەس يەرگە كىرىشى 40 يىلغىچە ھارام قىلىندى (بۇ جەرياندا) ئۇلار زېمىندا ئادىشىپ يۈرىدۇ...»

**تَاهَ الْفِكْرُ:** ئىدىيە قالايمىقانلىشىپ كەتتى، گاڭگىراپ قالدى، پاراكەندە بولدى.

**تَاهَ يَتِيهُ تِيْهًا:** كۆرەڭلىدى، ھاكاۋۇرلۇق قىلدى، خۇدىنى بىلمەي قالدى.

**تَاهَ بَصَرُهُ عَنِ الشَّيْءِ:** كۆزىگە چېلىقماي قالدى.

**تَاهَ فِي مَشْيِهِ:** غادايدى، گىدەيدى.

**تَائِبٌ:** تۆۋا قىلغۇچى، قايتقۇچى، يانغۇچى.

**تَائِجٌ:** تاجدار، تاج كىيگۈچى.

**تَائِقٌ:** سېغىنغۇچى، ئىنتىزار بولغۇچى،

ئىشتىياق باغلىغۇچى، ئارزۇمەن.

**أَنَا تَائِقٌ لِلِقَاءِكَ:** مەن سېنى كۆرۈشكە خۇشتار، سېغىنغۇچى، ئىنتىزار بولغۇچى، ئىشتىياق باغلىغۇچى، ئارزۇمەن.

**تَائِهٌ:** يولدىن ئاداشقۇچى، تېڭىرقاپ قالغۇچى، سەرگەردان.

**تَآخَى يَتَآخَى تَآخِيًا:** قېرىنداش بولۇشتى.

**تَآزَرَ يَتَآزَرُ تَآزُرًا:** ياردەملەشتى؛ ئىتتىپاقلاشتى.

**تَآسَى يَتَآسَى تَآسِيًا الْقَوْمُ:** ئۇلار ئۆز ئارا تەسەللى بېرىشتى.

**تَآكَلَ يَتَآكَلُ تَآكُلاً الْحَدِيدُ:** كۆمۈر دات يېسىش ۋە باشقا سەۋەبلەردىن ئۇۋۇلۇپ كەتتى.

**تَآكُلٌ:** ئازابلىنىش، قىينىلىش.

**تَآلَفَ يَتَآلَفُ تَآلُفًا الْقَوْمُ:** بىرلەشتى، ئىناق بولدى، ئىتتىپاقلاشتى.

**تَآلَفَتِ الْأَصْوَاتُ:** ئاۋازلار ماس كەلدى، ماسلاشتى.

**تَآلُفٌ:** بىرلىشىش، دوستلىشىش.

**تَآمَرَ يَتَآمَرُ تَآمُرًا بِهِ:** زىيانكەشلىك قىلدى، سۇيىقەست قىلدى.

**تَآمَرَ الشَّخْصُ:** تىل بىرىكتۈردى، سۇيىقەست پىلانلىدى.

**«تَآمَرَ عَدَدٌ مِنَ الضُّبَّاطِ عَلَى قَلْبِ الْحُكْمِ»:** ئوفىتسېرلاردىن بىرقانچىسى ھاكىمىيەتنى ئاغدۇرۇشقا تىل بىرىكتۈردى.

**تَآمُرٌ:** سۇيىقەست پىلانلىماق، ھىيلە - مىكىر ئىشلەتمەك، تىل بىرىكتۈرمەك.

**تَآنَسَ يَتَآنَسُ تَآنُسًا الْقَوْمُ:** ئىناق ئۆتۈشتى.

**«كَانَتِ الْمَقَاهِي مُلْتَقَى لِأَبْنَاءِ الْبَلَدِ يَجْلِسُونَ فِيهَا يَتَآنَسُونَ بِالْأَحَادِيثِ»:** قەھۋەخانىلار يۇرتداشلار ئۇچرىشىدىغان جاي بولۇپ، ئۇلار ئۇ يەردە ئولتۇراتتى، گەپ - سۆز قىلىشىپ كۆڭۈل ئاچاتتى، ئىللىق مۇڭدىشاتتى.

**تَأَبَّدَ يَتَأَبَّدُ تَأَبُّدًا:** ياۋايىلاشتى، ۋەھشىلەشتى.

**تَأْبِيرٌ:** چاڭلاشماق.

**تَأَبَّطَ يَتَأَبَّطُ تَأَبُّطًا الشَّيْءَ:** قولتۇقلىدى، قولتۇقىغا قىستى.

**تَأَبَّطَ كُتُبَهُ:** ئۇ كىتابلىرىنى قولتۇقىغا قىستۇردى.

**تَأَبَّى يَتَأَبَّى تَأَبِّيًا الشَّخْصُ:** باش تارتتى، ئۇنىمىدى.

**تَأَبَّى عَنِ الدَّنِيَّةِ:** ئالىيجاناب بولدى.

**تَأَبَّى عَلَيْهِ:** غادىيىۋالدى، ھاكاۋۇر بولدى.

**تَأْبِينٌ:** تەزىيە بىلدۈرمەك، مېيىتنىڭ ياخشى سۈپەتلىرىنى تەرىپلەپ يىغلىماق.

**«شَارَكَ عَدَدٌ مِنَ الشُّعَرَاءِ فِي تَأْبِينِ الرَّئِيسِ الرَّاحِلِ»:** مەرھۇم رەئىسنىڭ تەزىيە مۇراسىمىغا بىر تۈركۈم شائىرلار قاتناشتى.

**حَفْلَةٌ تَأْبِينِيَّةٌ:** ماتەم مۇراسىمى.

**تَأْتَأَ يَتَأْتِئُ تَأْتَأَةً و تَأْتَاءً الرَّجُلُ:** دائىم تانى تەلەپپۇز قىلىپ كېكەچلەپ سۆزلىدى.

**تَأَتَّى يَتَأَتَّى تَأَتِّيًا الشَّيْءُ لَهُ:** مۇيەسسەر بولدى، ئوڭۇشلۇق بولدى.

**تَأَتِّي:** تەييارلانماق، ئېلىشىش.

**حُسْنُ التَّأَتِّي:** بىرەر شەيئى بىلەن ئېلىشىش ياكى ئۇنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئېلىشىش.

**تَأَثَّثَ يَتَأَثَّثُ تَأَثُّثًا الْبَيْتُ:** ئۆي جاھازلاندى، سەرەمجانلاشتى.

**تَأَثَّرَ يَتَأَثَّرُ تَأَثُّرًا مِنْ كَذَا أَوْبِكَذَا:** تەسىرلەندى، ھاياجانلاندى.

**تَأَثَّرَ بِهِ:** تەسىرلەندى، ئۇنىڭ مەسلىكىدە ماڭدى.

**«تَأَثَّرَ كَثِيرًا عِنْدَمَا عَلِمَ بِوَفَاةِ صَدِيقِهِ»:** دوستىنىڭ ۋاپاتىدىن خەۋەر تېپىپ كۆپ تەسىرلەندى.

**تَأَثَّرَ مِنْ كَلَامٍ أَوْ فِعْلٍ:** كۆڭلى خۇش بولدى؛ خاپا بولدى.

**تَأَثَّرَ مِنْهُ:** غەزەپلەندى، ئاچچىقلاندى.

**تَأَثَّرَ الْكَاتِبُ بِأَسَالِيبَ الْأَدَبِ الْعَرَبِيِّ:** يازغۇچى غەرب ئەدەبىي ئۇسلۇبىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىدى.

**تَأَثَّرَ مِنْ كَلَامِهِ:** ئۇنىڭ سۆزىدىن غەزەپلەندى، ئاچچىقلاندى.

**تَأَثَّرَتْ عَوَاطِفُهُ:** تەسىرلەندى، ھاياجانلاندى.

**تَأَثَّمَ يَتَأَثَّمُ تَأَثُّمًا:** يامان يولدىن قايتتى.

**تَأَثَّمَ الْوَرِعُ:** گۇناھتىن ساقلاندى.

**تَأْثِيرٌ:** تەسىر، تەسىرات، رول، تەسىر كۈچ، كۈچ.

«اِقْتَرَفَ جَرِيمَتَهُ تَحْتَ تَأْثِيرِ الْغَضَبِ»: ئۇ ئاچچىقىغا پايلىماي جىنايەت ئۆتكۈزۈپ قويدى.

«فَقَدَ وَعْيَهُ بِتَأْثِيرِ الْمُخَدِّرِ»: مەست قىلغۇچى دورىنىڭ تەسىرى بىلەن ھوشىنى يوقاتتى.

**فُلَانٌ ذُوتَأْثِيرٍ كَبِيرٍ:** پالانىنىڭ تەسىرى چوڭ.

**تَأَجَّجَ يَتَأَجَّجُ تَأَجُّجًا:** پاللىدى، يالتىرىدى.

**تَأَجَّجَتِ النَّارُ:** ئوت يالقۇنجىدى، ياندى.

**تَأَجَّجَ فُلَانٌ غَضَبًا:** پالانىنىڭ غەزەپ ئوتى ياندى.

**تَأَجَّجَ فُلَانٌ ذَكَاءً:** پالانىنىڭ ئەقلىي يورۇپ كەتتى.

**تَأَجَّجَتِ النَّهَارُ:** كۈن قىزىپ كەتتى، كۈن ئىسسىپ كەتتى.

**تَأَجَّرَ يَتَأَجَّرُ تَأَجُّرًا:** ئىجارىگە بەردى.

**تَأَجَّلَ يَتَأَجَّلُ تَأَجُّلًا:** كېچىكتى، ئارقىغا سوزۇلدى.

**تَأَجَّلَ الْاِجْتِمَاعُ:** يىغىن كېچىكتى.

«عَرَفْتُ قَبْلَ لَحْظَةٍ أَنَّ الْمُؤْتَمَرَ قَدْ تَأَجَّلَ اِنْعِقَادُهُ»: بايىلا قۇرۇلتاينىڭ ئېچىلىش ۋاقتىنىڭ كېچىككەنلىكىدىن خەۋەر تاپتىم.

**تَأْجِيرٌ:** ئىجارىگە بەرمەك.

**تَأْجِيلٌ:** ئارقىغا سۈرمەك.

**تَأَخَّرَ يَتَأَخَّرُ تَأَخُّرًا:** كېچىكتى، ئارقىدا قالدى.

**تَأَخَّرَ الشَّيْءُ عَنْ غَيْرِهِ:** ئۇنىڭدىن كېيىن كەلدى.

«لِيَغْفِرَ لَكَ اللّٰهُ مَا تَقَدَّمَ مِنْ ذَنْبِكَ وَمَا تَأَخَّرَ»

‹قرآن›: ئاللاھنىڭ سېنىڭ ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى گۇناھلىرىڭنى كەچۈرۈشى ئۈچۈن...

«تَأَخَّرَتِ الطَّائِرَةُ عَنْ مَوْعِدِ وُصُولِهَا»: ئايروپىلان يېتىپ بارىدىغان ۋاقتىتىن كېچىكتى.

«أَنْتَ تَأَخَّرْتَ كَثِيرًا الْيَوْمَ»: بۈگۈن كۆپ كېچىكتىڭ.

**تَأَخُّرٌ:** كېچىكمەك، كېيىن قالماق

«كَانَتِ الْبِلَادُ فِي حَالَةِ تَأَخُّرٍ مِنَ النَّوَاحِي الْاِقْتِصَادِيَّةِ وَ الْعِلْمِيَّةِ وَغَيْرِهَا»: مەملىكەت ئىقتىسادى ۋە ئىلمىي ۋە باشقا جەھەتلەردە قالاق ھالەتتە ئىدى.

«مَا زَالَتْ دُوَلُ الْعَالَمِ الثَّالِثِ تُعَانِي مِنْ حَالَةِ التَّأَخُّرِ»: ئۈچىنچى دۇنيا ئەللىرى يەنىلا قالاقلىق ھالىتىگە دۇچ كەلمەكتە.

**تَأَخَّى يَتَأَخَّى تَأَخِّيًا الْأَمْرَ:** كۆزلىدى، دىلىغا پۈكتى، ئىنتىلدى.

**تُؤَدَةٌ:** ۋەزمىنلىك، تەمكىنلىك، ئېغىر - بېسىقلىق.

«قَامَ بِعَمَلِهِ فِي تُؤَدَةٍ»: ئىشنى تەمكىنلىك بىلەن قىلدى.

«تَكَلَّمَ بِكُلِّ تُؤَدَةٍ وَرَوِيَّةٍ»: تەمكىنلىك ۋە ئېغىر - بېسىقلىق بىلەن سۆزلىدى.

**تَأَدَّبَ يَتَأَدَّبُ تَأَدُّبًا الرَّجُلُ:** ئۆزىنى ئەقىللىق ھېسابلىدى، مەدەنىيلىق قىلدى، يېتىم ئاقساقاللىق قىلدى.

**تَأَدَّبَ بِهِ:** ئەگەشتى، ئۈلگە قىلدى.

«تَأَدَّبَ بِأَدَبِ الْقُرْآنِ»: ئۇ قۇرئان ئەخلاقىنى ئۆزىگە ئۈلگە قىلدى.

**تَأَدُّبٌ:** ئەدەپلىك بولماق، نازاكەتلىك بولماق، تەربىيە ئالماق، ئەدەپ ئۆگەنمەك، سىپايە بولماق، مەدەنىيەتلىك بولماق.

**تَأَدَّى يَتَأَدَّى تَأَدِّيًا:** يەتتى، باردى، يېتىپ باردى، ئۇلاشتى.

**تَأَدَّى إِلَى الْفَنَاءِ:** ئۆلۈم گىردابىغا بېرىپ قالدى.

**تَأْدِيبٌ:** جازالىماق، ئەدەپلىمەك، تەلىم - تەربىيە بەرمەك.

**تَأْدِيبِيٌّ:** تەربىيىۋى، مەدەنىي، تەربىيە خاراكتېرلىك.

**حَمْلَةٌ تَأْدِيبِيَّةٌ:** جازا يۈرۈشى، قارشى يۈرۈش قىلىش.

**مَجْلِسُ تَأْدِيبٍ:** جازالاش ئىشلىرىنى قاراپ چىقىدىغان ھەيئەت.

**إِجْرَاءٌ تَأْدِيبِيٌّ:** جازالاش چارىلىرى.

**تَأْدِيَةٌ:** ئادا قىلماق، ئورۇنلىماق، بېجىرمەك.

**تَأَذَّنَ يَتَأَذَّنُ تَأَذُّنًا:** ئۇقتۇردى، بىلدۈردى.

**تَأَذَّنَ بِالشَّرِّ:** ئاگاھلاندۇردى.

**«وَإِذْ تَأَذَّنَ رَبُّكُمْ لَئِنْ شَكَرْتُمْ لَأَزِيدَنَّكُمْ»** ‹قرآن›: ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىڭلار «نېمىتىمگە شۈكرى قىلساڭلار (ئۇنى) تېخىمۇ زىيادە قىلىمەن ... دەپ جاكارلىدى.

**تَأَذَّى يَتَأَذَّى تَأَذِّيًا:** ئەزىيەت يېدى، زەخمەت يېدى، ئازار يېدى.

**«لَمْ يَتَأَذَّ بِالْحَادِثِ وَالْحَمْدُ لِلّٰهِ»:** خۇداغا شۈكرى، ھادىسىدە زىيان ـ زەخمەتكە ئۇچرىمىدى.

**تَأَرْجَحَ يَتَأَرْجَحُ تَأَرْجُحًا الرَّجُلُ:** تەۋرەندى، ئىرغاڭلىدى، سىلكىندى.

**تَأَرَّجَ يَتَأَرَّجُ تَأَرُّجًا:** خۇش ھىد پۇرىدى.

**تَأْرِيخٌ ج تَوَارِيخُ:** ئاي ـ كۈن، ۋاقىت، مەزگىل، دەۋر، يىلنامە، ۋەقەلەرنى ۋە ئۇلارنىڭ يۈز بەرگەن ۋاقتىنى خاتىرىلەش.

**بِلَا تَأْرِيخٍ:** ئاي ـ كۈنى يوق، تارىخى يېزىلمىغان.

**تَأْرِيخٌ شَخْصِيٌّ:** تەرجىمىھال، بىرەر شەخسنىڭ ھاياتى توغرىسىدا خاتىرە

**«يَنْتَهِي الْعَمَلُ بِتَأْرِيخِ ١٥/٣/١٩٨٣»:** ئىش 1983 ـ يىل 3 ـ ئاينىڭ 15 ـ كۈنى ئاياغلىشىدۇ.

**تَأَزَّحَ يَتَأَزَّحُ تَأَزُّحًا:** كېچىكتى.

**تَأَزَّمَ يَتَأَزَّمُ تَأَزُّمًا:** ئۇلۇم خەۋپىدە قالدى.

**تَأَزَّمَ الْمَوْقِفُ:** ۋەزىيەت يامانلاشتى.

**تَأَسَّسَ يَتَأَسَّسُ تَأَسُّسًا:** قۇرۇلدى.

**تَأَسَّسَ الْمَرْكَزُ وَنَحْوُهُ:** مەركەز قۇرۇلدى.

**«تَأَسَّسَتْ هَذِهِ الْجَامِعَةُ سَنَةَ ١٣٩٥ هـ»:** بۇ ئۇنىۋېرسىتېت ھىجرىيىنىڭ 1390 ـ يىلى قۇرۇلغان.

**تَأَسَّفَ يَتَأَسَّفُ تَأَسُّفًا:** ئەپسۇسلاندى، خىجىل بولدى.

**تَأَسَّفَ عَلَيْهِ وَلَهُ:** ئەپسۇسلاندى.

**«تَأَسَّفَ عَلَى وُقُوعِ الْحَادِثِ»:** ئۇ ھادىسە يۈز بەرگەنلىكىدىن ئەپسۇسلاندى.

**تَأَسُّفٌ:** پۇشايمان قىلماق، ئەپسۇسلانماق، ھەسرەتلەنمەك، قايغۇرماق.

**تَأَسَّلَ يَتَأَسَّلُ تَأَسُّلًا أَبَاهُ:** ئاتىسىغا ئوخشىدى.

**تَأَسَّى يَتَأَسَّى تَأَسِّيًا:** تەسەللى تاپتى.

**تَأَسَّى بِهِ:** ئەگەشتى.

**تَأْسِيَةٌ:** تەزىيە، تەسەللى.

**تَأْسِيسٌ:** قۇرماق، بەرپا قىلماق، تىكلىمەك، تەسىس قىلماق .

**تَأْسِيسَاتٌ حُكُومِيَّةٌ:** ھۆكۈمەت ئورگانلىرى.

**مَجْلِسٌ تَأْسِيسِيٌّ:** قانۇن چىقىرىش ھەيئىتى.

**جَمْعِيَّةٌ تَأْسِيسِيَّةٌ:** قانۇن چىقىرىش ھەيئىتى.

**هَيْئَةٌ تَأْسِيسِيَّةٌ:** ھەيئەت.

**«قَدَّمَتِ الْهَيْئَةُ التَّأْسِيسِيَّةُ لِلشَّرِكَةِ الْجَدِيدَةِ طَلَبًا لِلسَّمَاحِ لَهَا بِالْبَدْءِ فِي مَشَارِيعِهَا»:** ھەيئەت يېڭى شىركەتكە ئۆزىنىڭ پىلانلىرىنى باشلاشقا رۇخسەت قىلىش تەلىپىنى قويدى.

**تَأَشَّبَ يَتَأَشَّبُ تَأَشُّبًا الْقَوْمُ:** ئارىلاشتى، گىرەلەشتى، يىغىلدى.

**تَأَشَّرَ يَتَأَشَّرُ تَأَشُّرًا:** ئىمزا قويدى.

**تَأْشِيرٌ ج تَأْشِيرَاتٌ:** ۋىزا؛ ۋىزا بەرمەك، ئىمزا قويماق.

**تَأَصَّلَ يَتَأَصَّلُ تَأَصُّلًا:** ئەسلىنى ئىنىقلاپ بەردى، كېلىشىش مەنبەسىنى ئايدىڭلاشتۇردى.

**عِلْمُ التَّأْصِيلِ:** سۆزلەرنىڭ كېلىپ چىقىش مەنبەسىنى تەتقىق قىلىدىغان پەن، ئېتىمولوگىيە.

**تَأْصِيلَةٌ:** قانداشلىق.

**تَأَقْلَمَ يَتَأَقْلَمُ تَأَقْلُمًا الْغَرِيبُ:** چەتتىن كەلگەن كىشى يېڭى مۇھىتقا كۆندى.

**«تَأَقْلَمَ مَعَ هَذِهِ الْحَيَاةِ الْجَدِيدَةِ»:** ئۇ بۇ يېڭى ھاياتقا كۆنۈپ كەتتى.

**تَأَكْسَدَ يَتَأَكْسَدُ تَأَكْسُدًا:** دات باستى، ئوكسىدلاشتى.

**تَأَكْسَدَ الْحَدِيدُ:** تۆمۈر داتلاشتى.

**تَأَكَّدَ يَتَأَكَّدُ تَأَكُّدًا:** چىڭىدى، پۇختىلاندى، ئىسپاتلاندى.

**تَأَكَّدَ مِنْهُ:** ئېنىقلىۋالدى، ئېنىقلىدى.

**تَأَكَّدَ لَهُ:** ئېنىق بولدى.

**«تَأَكَّدَ أَنَّهُ سَيُسَافِرُ غَدًا»:** ئۇ ئەتە سەپەر قىلىدىغانلىقىنى مۇئەييەنلەشتۈردى.

**«تَأَكَّدَ لِي أَنَّهُ لاَ يَبْغِي سِوَى الْخَيْرِ»:** ئۇنىڭ ياخشىلىقتىن باشقىنى تىلىمەيدىغانلىقى ماڭا ئېنىق بولدى.

**«عَلَيْكَ أَنْ تَتَأَكَّدَ مِنْ سَلاَمَةِ الْمَشْرُوعِ قَبْلَ أَنْ تُقْدِمَ عَلَيْهِ»:** پىلانغا كىرىشىشتىن بۇرۇن پۇختا بولغانلىقىنى ئېنىقلىۋېلىشىڭ كېرەك.

**تَأَكَّلَ يَتَأَكَّلُ تَأَكُّلاً الشَّيْءُ:** يېيىلدى؛ خورىدى، ئۆز - ئۆزىدىن چىرىدى.

**تَأَكَّلَتِ الصُّخُورُ:** قورام تاش ئۆزۈلۈپ كەتتى.

**بَدَأَتْ أَسْنَانُهُ تَتَأَكَّلُ:** ئۇنىڭ چىشلىرىنى قۇرت يېگىلى تۇردى.

**تَأَكَّلَ الْحَدِيدُ:** تۆمۈر داتلىشىپ ئۈزۈلۈشقا باشلىدى.

**تَأْكِيدٌ:** تەكىتلەش، مۇئەييەنلەشتۈرۈش، ئەمەلىيلەشتۈرۈش، ئېنىقلاش.

**بِالتَّأْكِيدِ:** سۆزسىز، جەزمەن، مۇقەررەر، راستىنلا، ھەقىقەتەن.

**«اَلْجَوُّ خَانِقٌ وَحَارٌّ لِذَا فَإِنَّ الْمَطَرَ سَيَنْزِلُ بَعْدَ قَلِيلٍ بِالتَّأْكِيدِ»:** ھاۋا تىنجىق ۋە ئىسسىق، قارىغاندا بىر ئازدىن كېيىن چوقۇم يامغۇر ياغىدۇ.

**بِكُلِّ تَأْكِيدٍ:** جەزمەن، راستىنلا، ھەقىقەتەن.

**لاَمُ التَّأْكِيدِ:** تەكىتلەش ئۈچۈن كېلىدىغان «ل» (سۆزنى تەكىتلەش ئۈچۈن سۆزگە قوشۇلۇپ كېلىدىغان لام).

**اَلتَّأْكِيدَاتُ الْقَاطِعَةُ:** سەپسەتە، نەيرەڭ، مۇقام.

**تَأَلَّبَ يَتَأَلَّبُ تَأَلُّبًا الْقَوْمُ:** توپلاشتى.

**«لَمْ يُصَدِّقْهُ بِالرَّغْمِ مِنَ التَّأْكِيدَاتِ الَّتِي قَدَّمَهَا لَهُ»:** ئۇ ئۆزىگە بەرگەن كاپالەتلەرگە قارىماي ئۇنىڭغا ئىشەنمىدى.

**تَأَلَّبُوا عَلَى الأَمْرِ:** ھەمكارلاشتى، ئۆم بولۇشتى.

**تَأَلَّفَ يَتَأَلَّفُ تَأَلُّفًا مِنْ كَذَا:** ... دىن تەركىب تاپتى، ... تەشكىل قىلىنىدى، ... دىن قۇرۇلدى.

**«كَانَ الْوَلَدُ يَتَأَلَّفُ مِنْ خَمْسَةِ أَعْضَاءٍ»:** ئۆمەك بەش ئەزادىن تەركىب تاپقانىدى.

**«يَتَأَلَّفُ الْمَبْنَى مِنْ أَرْبَعَةِ أَدْوَارٍ وَاسِعَةِ الأَرْجَاءِ»:** بۇ بىنا كەڭ - كۇشادە تۆت ئېغىز چوڭ ئۆيدىن تەركىب تاپقان.

**تَأَلَّقَ يَتَأَلَّقُ تَأَلُّقًا الْبَرْقُ:** چاقماق چاقنىدى.

**تَأَلَّقَتِ الْمَرْأَةُ:** ئايال ياساندى.

**تَأَلَّقَ نَجْمُهُ:** داڭ چىقاردى، شۆھرەت قازاندى.

**تَأَلَّقَ حَرَارِيٌّ:** بەزى مەدەنلەرنىڭ قىزىتقان چاغدىكى چاقنىشى.

**تَأَلَّمَ يَتَأَلَّمُ تَأَلُّمًا الْمَرِيضُ:** ئاغرىق ئازابلاندى.

**تَأَلَّمَ مِنْ فُلاَنٍ:** شىكايەت قىلدى، داتلىدى.

**«تَأَلَّمَ الْجُنُودُ لِمَا أَصَابَهُمْ مِنْ هَزِيمَةٍ»:** ئەسكەرلەر يېڭىلىش سەۋەبىدىن دۇچ كەلگەن نەرسىلەردىن ئەلەم چەكتى.

**تَأَلَّهَ يَتَأَلَّهُ تَأَلُّهًا:** ئىلاھقا ئايلاندى، ئىلاھلىق دەۋاسى قىلدى؛ ئىبادەت قىلدى.

**تَأَلَّهَ الشَّخْصُ:** زاھىد بولدى.

**تَأَلَّهَ الْعَاتِيُّ:** خۇدالىق دەۋاسى قىلدى.

**تَأَلَّى يَتَأَلَّى تَأَلِّيًا:** قەسەم قىلدى، قەسەمياد قىلدى.

**تَأْلِيفٌ ج تَآلِيفُ وَتَأْلِيفَاتٌ:** كىتاب، ئەسەر.

**«عُرِفَ السُّيُوطِي بِتَآلِيفِهِ الْكَثِيرَةِ فِي اللُّغَةِ وَ الأَدَبِ»:** سويۇتى تىل ۋە ئەدەبىيات ساھەسىدىكى ئەسەرلىرىنىڭ كۆپلىكى بىلەن تونۇلدى.

**تَأْلِيفُ الْكِتَابِ:** كىتاب يېزىش، كىتاب تۈزۈش.

**تَأْلِيفُ الْحَيَوَانِ:** ھايۋانلارنى كۆندۈرۈش.

**تَأْلِيهٌ:** بىر ئىلاھنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش.

**تَأَمْرَكَ يَتَأَمْرَكُ تَأَمْرُكًا الشَّخْصُ:** ئامېرىكىلىق بولۇپ كەتتى، ئامېرىكىلىشىپ كەتتى.

**تَأَمُّرٌ:** زورلۇق قىلىش، ئۆكتەملىك قىلىش.

**تَأَمَّلَ يَتَأَمَّلُ تَأَمُّلاً:** سىنچىلاپ قارىدى، دىققەت بىلەن قارىدى، سەپسېلىپ قارىدى.

**تَأَمَّلَ الأَمْرَ وَ فِيهِ:** چارە - تەدبىر ئويلىدى، قايتا قاراپ چىقتى.

چارە ـ تەدبىرلەرنى كۆردى.

**تَعْبِيرٌ جِ تَعَابِيرُ:** چۈشەنچە، چۈشەندۈرۈش، ئىزاھات؛ تەبىر؛ ئىبارە؛ ئىزھار قىلماق، بايان قىلماق، ئىپادىلىمەك، كۆرسەتمەك.

**اَلتَّعْبِيرُ السَّائِرُ:** ئادەت سۆزى، ئادەت بولۇپ كەتكەن سۆز، دائىم قوللىنىلىدىغان ئىبارە.

**لاَيُمْكِنُ التَّعْبِيرُ عَنْهُ:** ئىپادىلەپ بەرگىلى بولمايدۇ، ئىپادىلەپ بېرىش قىيىن.

**اِنْ جَازَ التَّعْبِيرُ:** دېيىشكە بولىدىغان بولسا، ئېيتىشقا بولىدىغان بولسا.

**وَ بِتَعْبِيرٍ آخَرَ:** باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ ئېيتقاندا.

**«هَذَا رَجُلٌ يُحْسِنُ التَّعْبِيرَ عَمَّا فِي نَفْسِهِ»:** بۇ ئادەم كۆڭلىدىكىنى ئوبدان ئىپادىلەيدۇ.

**اَلتَّعْبِيرُ الْإِصْطِلاَحِيُّ (فِي عِلْمِ اللُّغَةِ):** سۆزلەرنىڭ كۆچمە مەنىدە ئىشلىتىلىشى مەسىلەن: «لَبَّى نِدَاءَ رَبِّهِ» ئۆلدى ، ۋاپات بولدى، دېگەن مەنىدە ئىشلىتىلىدۇ.

**«اَلتَّعْبِيرُ بِهَذِهِ الطَّرِيْقَةِ أَوْضَحُ بِكَثِيرٍ مِنْ تِلْكَ الطَّرِيْقَةِ»:** مۇنداق ئىپادىلەش ئۇنداق ئىپادىلەشكە قارىغاندا كۆپ روشەن.

**تَعَابِيرُ لُغَوِيَّةٌ:** تۇراقلىق ئىبارە، تۇراقلىق سۆز بىرىكمىسى، ئىدىئوم.

**تَعْبِيرِيٌّ:** ئىپادىلەشكە تەۋە.

**تَعَتَّهَ يَتَعَتَّهُ تَعَتُّهًا:** سارالڭ بولۇۋالدى، ھېچنېمىنى ئۇقمايدىغان قىياپەتكە كىرىۋالدى، مەتۇ بولۇۋالدى.

**تَعَتَّى يَتَعَتَّى تَعَتِّيًا:** بويسۇنمىدى، قارشىلىق قىلدى، قارشىلىق كۆرسەتتى، قارشى تۇردى.

**تَعْتَعَ يُتَعْتِعُ تَعْتَعَةً:** ئىككىلەندى، قاتتىق سىلكىدى.

**تَعْتَعَ الشَّخْصُ فِي كَلاَمِهِ:** سۆزدە كېكەچلىدى، دۇدۇقلىدى.

**تَعْتِيمٌ:** كېچىكتۈرمەك، ئارقىغا تارتماق، سۆرىمەك، ئارقىغا بۇرىماق، ھايال قىلماق.

**اَلتَّعْتِيمُ عَلَى الْخَبَرِ:** خەۋەرنى بىلمەس بولۇۋېلىش ياكى يوشۇرۇش.

**نِظَامُ التَّعْتِيمِ:** يورۇقلۇقنى تىزگىنلىمەك.

**تَعَثَّرَ يَتَعَثَّرُ تَعَثُّرًا الرَّجُلُ:** پۇتلاشتى، يىقىلىپ چۈشتى.

**تَعَثَّرَ لِسَانُهُ:** دۇدۇقلىدى، كېكەچلىدى، تىلى كالۋالاشتى.

**تَعَثَّرَ الْإِنْسَانُ أَوِ الْحَيَوَانُ:** ئىنسان ياكى ھايۋان تېيىلىپ كەتتى، تېيىلدى.

**تَعَثَّرَ الْمَشْرُوعُ:** پىلان بىرەر توسالغۇغا ئۇچرىدى.

**تَعَجَّبَ يَتَعَجَّبُ تَعَجُّبًا:** ئەجەبلەندى، ھەيران قالدى.

**تَعَجُّبٌ:** ئەجەبلىنىمەك، ھەيران قالماق.

**صِيغَتَا التَّعَجُّبِ (فِي النَّحْوِ) «مَا أَفْعَلَهُ وأَفْعِلْ بِهِ»:** دىن ئىبارەت ئىككى تەئەججۇپ سىغىسى.

**تَعَجَّلَ يَتَعَجَّلُ تَعَجُّلاً فِي الْأَمْرِ:** ئالدىرىدى، تېز بولدى، جىددىيلەشتى.

**«فَمَنْ تَعَجَّلَ فِي يَوْمَيْنِ فَلاَ إِثْمَ عَلَيْهِ» (قرآن):** مىنادىن ئالدىراپ ئىككى كۈندە قايتقان ئادەمگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.

**تَعَجَّلَ الشَّخْصَ:** تېز بولۇشقا ھەيدەكچىلىك قىلدى.

**تَعَجَّلَ الشَّيْءَ:** ۋاقتىدىن بۇرۇن ئالدى.

**تَعَجَّنَ يَتَعَجَّنُ تَعَجُّنًا:** خېمىر بولدى.

**تَعَجْرَفَ يَتَعَجْرَفُ تَعَجْرُفًا:** تەكەببۇرلۇق قىلدى، ئۆزىنى چوڭ تۇتتى، گىدەيدى، مەنمەنلىك قىلدى، زۇلۇم قىلدى.

**تَعَجْرَفَ الْأَمْرَ:** ئىشنى ئالدىراقسانلىق بىلەن قىلدى.

**تَعَجْرَفَ عَلَى النَّاسِ:** كىشىلەرگە چوڭچىلىق قىلدى.

**تَعْدَادٌ:** ئىستاتىستىكا، ئومۇملاشتۇرۇپ ھېسابلىماق.

**تَعْدَادٌ عَامٌّ:** ئومۇميۈزلۈك تەكشۈرمەك، ئومۇمىي تىزىملىك.

**تَعْدَادٌ جِ تَعْدَادَاتٌ:** بەلگىلىك مەزگىلدە نوپۇس ئىستاتىستىكا قىلىش.

**تَعَدَّدَ يَتَعَدَّدُ تَعَدُّدًا:** ئاينىدى، كۆپەيدى، ئۆستى.

**تَعَدَّدَ عَلَى:** ئېشىپ كەتتى، بېسىپ چۈشتى.

**«تَعَدَّدَتِ الْحَوَادِثُ بِسَبَبِ السُّرْعَةِ فِي قِيَادَةِ**

السَّيَّارَةِ» : ماشىنا ھەيدەشتە سۈرئەت تېز بولۇپ كەتكەنلىكتىن ۋەقەلەر كۆپەيدى.

**تَعَدُّدٌ:** بىرقانچە، بىرنەچچە، كۆپچىلىك، كۆپ تەرەپلىمە، كۆپ سانلىق.

**«يَتَمَيَّزُ هَذَا الْجِهَازُ بِتَعَدُّدِ اسْتِعْمَالِهِ»** : بۇ ئۈسكۈنە كۆپ تەرەپلىمە ئىشلىتىش ئالاھىدىلىككە ئىگە.

**تَعَدُّدُ الزَّوْجَاتِ:** كۆپ خوتۇنلۇق تۈزۈم، كۆپ خوتۇنلۇق بولۇش.

**تَعَدُّدُ الْآلِهَةِ:** كۆپ خۇدالىق دىن، مۇشرىكلىك.

**تَعَدَّلَ يَتَعَدَّلُ تَعَدُّلاً:** ئۆزگەردى، تۈزۈلدى.

**«كَانَ الطَّقْسُ حَارًّا وَلَكِنَّهُ تَعَدَّلَ»** : ھاۋا ئىسسىق ئىدى، لېكىن ئۇ ئۆزگەردى.

**تَعَدَّى يَتَعَدَّى تَعَدِّيًا:** ھالقىپ كەتتى، ئاشۇرۇۋەتتى، ھەددىدىن ئاشتى.

**«وَمَنْ يَتَعَدَّ حُدُودَ اللّٰهِ فَقَدْ ظَلَمَ نَفْسَهُ» (قرآن)** : كىمكى ئاللاھنىڭ قانۇنىدىن ھالقىپ كېتىدىكەن، ئۇ ئۆزىگە زۇلۇم قىلغان بولىدۇ.

**تَعَدَّى عَلَيْهِ:** زۇلۇم قىلدى، ئەزدى، تاجاۋۇز قىلدى.

**تَعَدَّى عَلَى حَقِّهِ:** ئۇنىڭ ھوقۇقىغا دەخلى يەتكۈزدى، ھوقۇقىغا دەخلى ـ تەرۇز قىلدى، ئۇنىڭ ھەققىگە چېقىلدى.

**تَعَدَّى الْفِعْلُ:** پېئىل ئۆتۈملۈك پېئىلغا ئايلاندى، پېئىل ئۆتۈملۈك بولدى.

**«تَعَدَّى عَلَيْهِ بِالضَّرْبِ»** : ئۇرۇش بىلەن ئۇنىڭغا چېقىلدى.

**«لَمْ يَتَعَدَّ الْخَامِسَةَ مِنْ عُمْرِهِ»** : ئۇ بەش ياشقا توشمىدى.

**تَعَدٍّ ج تَعَدِّيَاتٌ:** دەخلى قىلماق، تاجاۋۇز قىلماق، چېقىلماق؛ قانۇنسىزلىق، قانۇننى بۇزماق، ھالقىپ كەتمەك، ھەددىدىن ئاشماق.

**«أَزَالَتِ الشُّرْطَةُ التَّعَدِّيَاتِ عَلَى الطَّرِيقِ»** : ساقچى يولدىكى قانۇنسىز ئىشلارنى تۈگەتتى.

**تَعْدِيَةٌ:** ئۆتمەك، ئۆتكۈزمەك، كەچمەك؛ ئۆتۈملۈك پېئىلغا ئايلاندۇرماق (گراماتىكىدا)

**تَعْدِيلٌ:** ئۆزگەرتمەك، تۈزەتمەك، باشقىدىن ئىشلەپ چىقماق، قۇرماق، رەتلىمەك.

**تَعْدِيلُ الْأَحْكَامِ:** ھۆكۈمنى ئۆزگەرتمەك؛ جازانى يېنىكلەتمەك.

**تَعْدِيلُ الضَّرَائِبِ:** باجنى ئۆزگەرتمەك؛ باجنى يېنىكلەتمەك.

**تَعْدِيلٌ وِزَارِيٌّ:** ئىچكى كابىنېت تەشكىل قىلماق.

**تَعَذَّبَ يَتَعَذَّبُ تَعَذُّبًا:** قىينالدى، ئازابلاندى، ئەلەم تارتتى.

**تَعَذَّرَ يَتَعَذَّرُ تَعَذُّرًا عَلَيْهِ الْأَمْرُ:** قىيىن بولدى، مۇشكۈل بولدى، قولىدىن كەلمىدى.

**«تَعَذَّرَ عَلَيَّ الذَّهَابُ بِسَبَبِ الْعَاصِفَةِ»** : قارا بوران تۈپەيلىدىن ماڭا بېرىش قىيىن بولدى.

**تَعَذُّرٌ:** قىيىن، مۇشكۈل، تەس، مۇمكىن بولمايدىغان.

**تَعْذِيبٌ:** ئازابلىماق، قىينىماق.

**تَعْذِيبُ الْمُتَّهَمِ بِجَرِيمَةٍ:** جىنايەتچىنى قاتتىق قىينىماق.

**تَعَرَّبَ يَتَعَرَّبُ تَعَرُّبًا:** ئەرەبكە ئوخشىدى، ئەرەبنى دورىدى، ئەرەبلەشتى، قىسىرا تۇرۇپ ئەئرابى بولۇپ كەتتى.

**تَعَرَّجَ يَتَعَرَّجُ تَعَرُّجًا الطَّرِيقُ أَوِ النَّهْرُ:** يول ياكى دەريا ئەگىدى، قىڭغىر بولدى، ئەگرى بولدى.

**تَعَرُّجٌ ج تَعَرُّجَاتٌ:** دولقۇنسىمان، ئەگرى ـ بۈگرى، ئېگىز ـ پەس، بىر ئۆرلەپ ـ بىر پەسىيىپ تۇرىدىغان، داۋالغۇماق، بىر تەرەپكە قايرىلماق؛ ھەرە چىشسىمان.

**تَعَرَّضَ يَتَعَرَّضُ تَعَرُّضًا لَهُ:** ئۇنىڭغا توسالغۇ بولدى، توسقۇنلۇق قىلدى؛ دۇچ كەلدى، ئۇچرىدى، يولۇقتى.

**تَعَرَّضَ الْأَمْرَ:** قارشى تۇردى، قارشى چىقتى.

**تَعَرَّضَ لِلْأَمْرِ:** ئىشقا ئارىلاشتى.

**تَعَرَّضَ لِـ :** ... غا، گە كۈچ چىقاردى، ئۆزىنى بېغىشلىدى.

**تَعَرَّضَ عَلَيْهِ:** ئۇنىڭغا ھۇجۇم قىلدى، ئۇنىڭغا زەربە بەردى.

**تَعَرَّضَ لِلْمَكْرُوهِ:** كۆڭۈلسىزلىككە يولۇقتى.

**تَعَرَّضَ لِحَادِثٍ:** ۋەقەگە يولۇقتى.

**تَعَرُّضٌ:** دۇچكەلمەك، دوقۇرۇشماق، يولۇقماق.

**تَعَرَّقَ يَتَعَرَّقُ تَعَرُّقًا الْأَمْرُ:** ئىش ئېنىقلاندى،

ئىش بەلگىلەندى.

**تَعَرَّقَ الْأَمْرَ:** ئىشقا قاراپ چىقتى، مۇھاكىمە قىلدى، تەكشۈردى، قېدىردى.

**تَعَرَّقَ الشَّيْءَ:** تەكشۈردى، ئىزدىنىپ بىلىۋالدى.

**تَعَرَّقَ الضَّالَّةَ:** يوقالغان نەرسىنى تاپتى، ئىزدىدى.

**تَعَرَّقَ بِهِ:** تونىدى.

**تَعَرَّفَ الْإِسْمُ (فِي النَّحْوِ):** ئىسىم مەئرىپە بولدى.

**تَعَرَّفَ إِلَيْهِ:** تونۇدى.

**تَعَرَّفَ عَلَيْهِ:** ئۇنىڭ بىلەن تونۇشتى.

**«تَعَرَّفْتُ عَلَيْهِ قَبْلَ ثَلَاثِيْنَ عَامًا»:** ئۇنىڭ بىلەن ئوتتۇز يىل بۇرۇن تونۇشقانىدىم.

**تَعَرُّفٌ:** تونۇشماق، تونۇماق.

**«أُحِبُّ التَّعَرُّفَ إِلَى أَصْدِقَائِكَ الْجُدُدِ»:** مەن سېنىڭ يېڭى دوستلىرىڭ بىلەن تونۇشۇپ قېلىشنى ياقتۇرىمەن.

**تَعَرَّقَ يَتَعَرَّقُ تَعَرُّقًا الْعَظْمَ:** سۆڭەك غاجىلىدى.

**تَعَرَّقَ الشَّجَرُ:** دەرەخ يىلتىز تارتتى.

**تَعَرَّقَ الْخَمْرَ:** هاراققا سۇ قوشۇپ سۇيۇلدۇردى.

**تَعَرْقَلَ يَتَعَرْقَلُ تَعَرْقُلًا الْأَمْرُ:** ئىش مۇرەككەپلىشىپ كەتتى، ئىش تەسلىشىپ كەتتى، ئىش قىيىنلىشىپ كەتتى، چىگىلەشتى.

**تَعَرَّمَ يَتَعَرَّمُ تَعَرُّمًا:** خۇشال بولدى، قىزىقتى، شادلاندى.

**تَعَرَّمَ الشَّيْءَ:** نەرسىنى دۆۋىلىدى.

**تَعَرَّمَ الْعَظْمَ:** سۆڭەكتىن گۆشنى شىلدى.

**تَعَرَّى يَتَعَرَّى تَعَرِّيًا:** يالىڭاچلاندى، ئېچىلىپ قالدى.

**تَعَرَّى مِنَ الْعَيْبِ:** ئەيىبتىن خالى بولدى.

**تَعْرِفَةٌ:** باھا جەدۋىلى، توشۇش ھەققى جەدۋىلى.

**تَعْرِيبٌ:** ئەرەبچىلەشتۈرمەك، ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلماق.

**تَعْرِيبُ الْكَلِمَةِ الْأَعْجَمِيَّةِ:** غەيرىي ئەرەبچە سۆزلەرنىڭ ئەرەبچىلەشتۈرۈلۈشى.

**«هَذِهِ الْقِصَّةُ مِنْ تَعْرِيبِ فُلَانٍ»:** بۇ ھېكايىنى پالانى ئەرەبچىلەشتۈرگەن.

**«قَامَتِ الدُّوَلُ الْعَرَبِيَّةُ بِتَعْرِيبِ التَّعْلِيمِ بَعْدَ اسْتِقْلَالِهَا»:** ئەرەب دۆلەتلىرى مۇستەقىل بولغاندىن كېيىن تەلىم - تەربىيىنى ئەرەب تىلى بىلەن ئېلىپ بارىدىغان بولدى.

**تَعْرِيَةٌ:** يالىڭاچلىماق.

**تَعْرِيجٌ ج تَعَارِيجُ:** ئەگرى - بۈگرى، ئەگرى - توقاي.

**تَعَارِيجُ ضَوْئِيَّةٌ:** يورۇقلۇق دولقۇنى.

**تَعْرِيضٌ:** پۇرىتىپ ئېيتىش، كىنايە بىلەن بىلدۈرۈش، تەرىز قىلىش.

**تَعْرِيضٌ لِلضَّغْطِ:** بېسىم ئىشلىتىش.

**تَعْرِيفٌ:** ئۇقتۇرماق، چۈشەندۈرمەك، مەلۇم قىلماق؛ تەبىر بەرمەك، تونۇتماق، تونۇشتۇرماق.

**أَدَاةُ التَّعْرِيفِ:** ئەرەب تىلىدا ئىسىمنىڭ ئالدىغا قوشۇلۇپ كېلىپ ئۇنى ئېنىق ئىسىمغا ئايلاندۇرىدىغان «ال» قوشۇمچىسى.

**«كَتَبَ رِسَالَةَ تَعْرِيفٍ»:** تونۇشتۇرۇش خېتى يازدى.

**اَلتَّعْرِيفُ بِسِيرَةِ الْكَاتِبِ وَ مُؤَلَّفَاتِهِ:** يازغۇچىنىڭ ھاياتى ۋە ئۇنىڭ ئەسەرلىرىنى تونۇشتۇرۇش.

**تَعْرِيفَةٌ ج تَعْرِيفَاتٌ:** مال باھاسى، ئىش ھەققى ياكى قاتناش رەسمىيەتلىرى يېزىلغان جەدۋەل.

**تَعْرِيفَةُ الْأُجُورِ:** مائاش جەدۋىلى.

**لَجْنَةُ التَّعْرِيفَةِ:** باج ئىدارىسى.

**تَعْرِيفَاتٌ جُمْرُكِيَّةٌ:** تاموژنا بېجى جەدۋىلى.

**تَعْرِيقٌ:** تەرلەتمەك؛ دولقۇنسىمان سىزىق تارتماق.

**تَعَزَّبَ يَتَعَزَّبُ تَعَزُّبًا:** ئۆيلەنمىدى، بويتاق ياشىدى.

**تَعَزَّزَ يَتَعَزَّزُ تَعَزُّزًا بِهِ:** مەغرۇرلاندى، پەخىرلەندى؛ كۈچەيدى، قۇدرەت تاپتى.

**«تَعَزَّزَ مَرْكَزُهُ بَعْدَ فَوْزِهِ فِي الْإِنْتِخَابَاتِ»:** سايلامدا غەلىبە قىلغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئورنى كۈچەيدى.

**تَعَزَّلَ يَتَعَزَّلُ تَعَزُّلًا الشَّيْءُ عَنْهُ:** بوشىتىلدى، قالدۇرۇلدى، ئېلىپ تاشلاندى.

**تَعَزَّى يَتَعَزَّى تَعَزِّيًا:** سەۋر قىلدى، بەرداشلىق بەردى، ئۆزىنى تۇتۇۋالدى، چىدىدى.

**تَعَزَّى عَنْ مُصَابِهِ:** دەرد- ئەلەمگە چىدىدى، سەۋر- تاقەت قىلدى.

**تَعَزَّى عَنْهُ:** كۆڭلىنى ياسىدى، تەسەللى بەردى.

**تَعَزْقَلَ يَتَعَزْقَلُ تَعَزْقُلًا:** جابدۇندى، چىرايلىق كىيىندى، ياساندى.

**تَعْزِيَةٌ ج تَعَازٍ:** تەسەللى، تەزىيە.

**خِطَابُ تَعْزِيَةٍ:** تەزىيە خېتى، تەزىيەنامە.

**«بَعَثَ إِلَيْهِ بِبَرْقِيَّةِ تَعْزِيَةٍ»:** ئۇنىڭغا تەزىيە تېلېگراممىسى يوللىدى.

**«قَدَّمُوا لَهُ التَّعَازِيَ بِوَفَاةِ وَالِدِهِ»:** ئۇنىڭغا دادىسى ۋاپات بولغانلىق مۇناسىۋىتى بىلەن تەزىيە بىلدۈردى.

**تَعْزِيزٌ:** كۈچەيتمەك.

**تَعِسَ و تَعَسَ يَتْعَسُ تَعْسًا و تَعَسًا:** ئازاب چەكتى؛ بەختسىز بولدى، دۇم چۈشتى، ھالاك بولدى.

**«تَعِسَ عَبْدُالدِّيْنَارِوَالدِّرْهَمِ وَالقَطِيفَةِإِنْ أُعْطِيَ رَضِيَ وَإِنْ لَمْ يُعْطَلَمْ يَرْضَ» «الحديث»:** بېرىلسە مەمنۇن بولىدىغان، بېرىلمىسە نارازى بولىدىغان تەڭگە - تىللا ۋە پەرقۇتىلارغا بەندە- سى بەختسىز بولۇپ كەتسۇن.

**تَعَسَ فِي حَيَاتِهِ:** بەختسىز بولدى؛ ھالاك بولدى.

**تَعَسَهُ اللّٰهُ:** ئاللاھ ئۇنى ھالاك قىلسۇن!

**تَعْسٌ:** بەختسىزلىك، بىچارىلىك.

**تَعْسًا لَهُ:** ھالاك بولسۇن، جۇۋايىنىمەك، بېشىنى يېسۇن، ئۆلگۈر.

**«وَالَّذِيْنَ كَفَرُوا فَتَعْسًا لَهُمْ وَأَضَلَّ أَعْمَالَهُمْ» «قرآن»:** كۇففارلارنى ئاللاھ ھالاك قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنى بىكار قىلىدۇ.

**«لَمَّا نَبَذْنَا الْعَمَلَ بِالْكِتَابِ وَالسُّنَّةِ حَلَّ بِنَا التَّعَسُ وَالشَّقَاءُ»:** بىز ئىشنى قۇرئان كەرىم ۋە پەيغەمبىرىمىز سۈننىتى بويىچە ئېلىپ بارمىغۇدۇق، بىزگە بەختسىزلىك ۋە بىچارە- لىك يۈزلەندى.

**تَعِسٌ ج تُعَسَاءُ:** بەختسىز، بىچارە، بىتەلەي، بەختى قارا، شۇم پېشانە.

**تَعَسَّرَ يَتَعَسَّرُ تَعَسُّرًا عَلَيْهِ الْأَمْرُ:** ئىش ئۇنىڭغا قىيىن بولدى، ئىش ئۇنىڭغا تەس بولدى.

**تَعَسَّفَ يَتَعَسَّفُ تَعَسُّفًا الْأَمْرَ:** ئىشنى ئويلىماي قىلدى، قارىغۇلارچە ئىش قىلدى، قارىسىغا ئىش قىلدى، كەلسە - كەلمەس ئىش قىلدى، پەڭگىللىك بىلەن ئىش قىلدى.

**تَعَسَّفَ عَنِ الطَّرِيقِ:** يولدىن ئازدى، يولدىن چىقىپ كەتتى، سىزىقتىن چىقىپ كەتتى.

**تَعَسَّفَ فِي رَأْيِهِ:** ئۆز بىشىمچىلىق قىلدى، ئۆزى بىلگەننى قىلدى، باش - باشتاقلىق قىلدى، قارىسىغا گەپ قىلدى، يولسىزلىق قىلدى.

**تَعَسَّفَهُ:** ئۇنىڭغا زۇلۇم قىلدى، ئۇنى ئەزدى، ئۇنى بوزەك قىلدى.

**تَعَسُّفٌ:** زۇلۇم قىلماق، ئۆكتەملىك قىلماق، زورلۇق قىلماق، يولسىزلىق قىلماق.

**تَعَسُّفِيٌّ:** زالىملىق، زورلۇق، زوراۋانلىق، ئۆكتەملىك، ئۆز بىشىمچىلىق.

**رَأْيٌ تَعَسُّفِيٌّ:** يولسىز پىكىر.

**«اِتَّخَذَ ضِدَّهُ إِجْرَاءً تَعَسُّفِيًّا»:** ئۇنىڭغا قارشى يولسىزلىق قىلدى.

**أَعْمَالٌ تَعَسُّفِيَّةٌ:** زورلۇق - زومبۇلۇقلار، يولسىز ئىشلار.

**تَعَسْعَسَ يَتَعَسْعَسُ تَعَسْعُسًا الذِّئْبُ:** بۆرە ئوزۇق ئىزدەپ يۈردى، كېچىدە ئوزۇق ئىزدىدى.

**تَعَسْعَسَ الشَّيْءَ:** يىلىدى، يۈرىدى.

**تَعَشَّقَ يَتَعَشَّقُ تَعَشُّقًا:** كۆيۈپ قالدى، ئاشىق بولدى، مۇھەببەت باغلىدى.

**تَعَشَّمَ يَتَعَشَّمُ تَعَشُّمًا:** ئۈمىد قىلدى، ئارزۇ قىلدى.

**تَعَشَّى يَتَعَشَّى تَعَشِّيًا:** كەچلىك تاماق يېدى.

**تُرْسٌ تَعْشِيقٌ:** چىشلىق چاق، سېسترېنگە.

**تَعَصَّبَ يَتَعَصَّبُ تَعَصُّبًا:** بېشىنى لاتا بىلەن تېڭىۋالدى.

**تَعَصَّبَ فِي مَذْهَبِهِ:** مەزھىپىدە مۇتەئەسسىپلىك قىلدى، مەزھىپىدە جاھىللىق بىلەن چىڭ تۇردى.

**تَعَصَّبَ عَلَيْهِ:** ئۆنىڭغا قارشى تۇردى، قارشىلىق كۆرسەتتى، قارشىلاشتى.

**تَعَصَّبَ لِشَخْصٍ أَوْ مَبْدَإٍ:** تەرىپىنى ئالدى، تەرەپدارلىق قىلدى، مەزھەپچىلىك قىلدى.

**تَعَصُّبٌ:** تەرسالىق، جاھىللىق، ئۆزۈمنىڭ توغرا دەپ تۇرۇۋالماق، ھەقىقەتنى قوبۇل قىلماسلىق، مۇتەئەسسىپلىك، قارىغۇلارچە ئىشەنىش.

**تَعَصُّبٌ دِينِيٌّ أَوْ مَذْهَبِيٌّ:** دىن ياكى مەزھەپنىڭ بىر تەرەپلىمە قارشى، مەزھەپچىلىك، گۇرۇھۋازلىق.

**اَلتَّعَصُّبُ الْوَطَنِيُّ:** شوۋىنىزم.

**اَلتَّعَصُّبُ الْعُنْصُرِيُّ:** ئىرقچىلىق.

**تَعَصَّى يَتَعَصَّى تَعَصِّيًا الْأَمْرُ:** ئىش قىيىنلاشتى، ئىش مۇشكۇل بولدى، ئىش تەس بولدى.

**تَعَصَّى عَلَيْهِ:** توپىلاڭ كۆتۈردى، ئىسيان كۆتۈردى، ئاسىيلىق قىلدى.

**تَعَضَّلَ يَتَعَضَّلُ تَعَضُّلاً الدَّاءُ الْأَطِبَّاءَ:** كېسەلنى داۋالاشتىن دوختۇرلار ئاجىز كەلدى.

**تَعَضَّوَنَ يَتَعَضَّوَنُ تَعَضُّوُنًا:** ئەزا بولدى.

**تَعْضِيدٌ:** ياردەملەشمەك، ياردەم بەرمەك، ياردەم قىلماق.

**تَعَطَّبَ يَتَعَطَّبُ تَعَطُّبًا:** بۇزۇلدى، كاردىن چىقتى، رولىنى يوقاتتى، بۇراك مالغا ئايلاندى.

**تَعَطَّرَ يَتَعَطَّرُ تَعَطُّرًا:** خۇش پۇراقلىق بولدى، خۇش پۇراق ئىشلەتتى، مۇئەتتەر بولدى.

**تَعَطَّرَتِ الْبِنْتُ:** قىرى قىز بولۇپ ئەرگە تەگمەي ئولتۇرۇپ قالدى.

**تَعَطَّشَ يَتَعَطَّشُ تَعَطُّشًا الرَّجُلُ:** ئۇسسۇزلۇقتا چىدىدى، ئۇسسۇزلۇقتا سەۋر قىلدى، ئۇسسۇزلۇقتا بەرداشلىق بەردى.

**تَعَطَّشَ إِلَى الشَّيْءِ:** قاتتىق قىزىقتى، قاتتىق ئىنتىلدى، تەشنا بولدى.

**تَعَطَّشَ لِـ:** تەشنا بولدى، ئىنتىزار بولدى، ئارزۇ قىلدى، ئىنتىلدى.

**تَعَطَّشَ إِلَى الْمَالِ:** مال ـ دۇنياغا قاتتىق قىزىقتى.

**تَعَطَّشَ الْمَجْدَ:** شان ـ شەرەپكە قاتتىق ئىنتىلدى.

**تَعَطَّفَ يَتَعَطَّفُ تَعَطُّفًا:** مايىل بولدى، ئاغدى؛ پەلتو كىيدى.

**تَعَطَّفَ عَلَيْهِ:** خەيرخاھلىق قىلدى، ھېسداشلىق قىلدى، ئىچ ئاغرىتتى، كۆيۈندى، ياخشى نىيەتتە بولدى.

**«يَتَعَطَّفُ عَلَى الْفُقَرَاءِ مِنْ أَقَارِبِهِ»:** ئۇنىڭ يېقىنلىرىدىن بولغان نامراتلارغا ھېسداشلىق قىلدى.

**تَعَطَّلَ يَتَعَطَّلُ تَعَطُّلاً:** ئىشتىن قالدى، بىكار قالدى، ئىشسىز بولۇپ قالدى.

**«تَعَطَّلَ خَطُّ الْهَاتِفِ بِسَبَبِ الْعَوَاصِفِ»:** تېلېفون يولى بوران سەۋەبىدىن بۇزۇلدى.

**تَعَطَّلْتُ عَنْ عَمَلِي أُسْبُوعًا:** مەن بىر ھەپتە خىزمىتىمدىن قالدىم.

**تَعَطَّلَتِ الْمَدْرَسَةُ:** مەكتەپ تەتىل قويۇپ بەردى، تەتىل قىلدى.

**تَعَطَّلَتِ الْقَوَانِينُ:** قانۇنلار ئەمەلدىن قالدى.

**تَعَطَّى يَتَعَطَّى تَعَطِّيًا:** تىلىدى، قەلەندەرچىلىك قىلدى، تىلەمچىلىك قىلدى، دىۋانىچىلىك قىلدى؛ ئالدىرىدى، تاقەتسىزلەندى، تەقەززا بولدى.

**تَعْطِيلٌ:** بىكار قىلماق، ئىشتىن قالدۇرماق، ئىشتىن توختاتماق.

**مَذْهَبُ التَّعْطِيلِ:** ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىنى ئىنكار قىلىدىغانلارنىڭ مەزھىپى.

**تَعْطِينٌ:** ئاشلىماق؛ چىلىماق، نەملىمەك؛ دەملىمەك.

**تَعَظَّمَ يَتَعَظَّمُ تَعَظُّمًا:** مەنمەنچىلىك قىلدى، چوڭچىلىق قىلدى، تەكەببۇرلۇق قىلدى، ئۆزىنى چوڭ تۇتتى.

**تَعْظِيمٌ:** تەقدىرلىمەك، ماختىماق، كۈيلىمەك؛ ھۆرمەتلىمەك، ئىززەتلىمەك، ئۇلۇغلىماق.

**تَعَّ يَتَعُّ تَعَّةً و تَعًّا:** پۇت ـ قولى بوشاپ كەتتى، ھالسىزلاندى، قەي قىلدى، ياندۇردى، قۇستى.

**تَعٌّ. تَعَّةٌ:** قۇسماق، بوشىماق.

**تَعَفَّرَ يَتَعَفَّرُ تَعَفُّرًا:** چاڭ ـ توزانغا تولۇپ كەتتى، توپا بېسىپ كەتتى، توپىدا يۇمۇلاندى.

**تَعَفْرَتَ يَتَعَفْرَتُ تَعَفْرُتًا الصَّبِيُّ:** بالا شەيتانلىق قىلدى، ھەييارلىق قىلدى، قۇۋلۇق قىلدى؛

ئالغۇاستىغا ئايلاندى، جىنغا ئايلاندى.

**تَعَفَّفَ يَتَعَفَّفُ تَعَفُّفًا:** ئىپپەتلىك بولدى، دىيانەتلىك بولدى، ئەدەپلىك بولدى، ئەخلاقلىق بولدى، پاك بولدى.

**تَعَفُّفٌ:** ئىپپەتلىك بولماق، نومۇسچان بولماق، ئەدەپ ـ ئەخلاقلىق بولماق، يامان سۆز ھەرىكەتلەردىن يىراق بولماق.

**«يَحْسَبُهُمُ الْجَاهِلُ أَغْنِيَاءَمِنَ التَّعَفُّفِ» (قرآن) :** ئەھۋالىنى ئۇقمىغانلار، ئۇلارنىڭ نەرسە تىلىمىگەنلىكلىرىگە قاراپ، ئۇلارنى باي دەپ گۇمان قىلىدۇ.

**تَعَفَّنَ يَتَعَفَّنُ تَعَفُّنًا:** سېسىدى، چىرىدى، بۇزۇلدى، يىرىڭلىدى.

**تَعَفَّنَتِ الْجُثَّةُ:** جەسەت چىرىدى، سېسىدى.

**تَعَفُّنٌ:** چىرىمەك، سېسىماق، بۇزۇلماق؛ يىرىڭدىماق.

**مُضَادُّ التَّعَفُّنِ:** زەھەرگە قارشى دورا، چىرىشتىن ساقلاش دورىسى.

**تَعَقَّى يَتَعَقَّى تَعَقِّيًا:** ئۆچتى، يوقالدى، غايىب بولدى، يوشۇرۇندى.

**تَعَقَّبَ يَتَعَقَّبُ تَعَقُّبًا ـ هُ:** ئىزىدىن قوغلىدى، ئىزىغا چۈشتى، كەينىگە كىردى.

**«تَعَقَّبَ آثَارَ اللِّصِّ حَتَّى عَثَرَ عَلَيْهِ» :** ئوغرىنىڭ ئارقىسىدىن ئىز قوغلاپ مېڭىپ ئۇنى تۇتۇۋالدى.

**تَعَقُّبٌ:** ئىز باسماق، ۋارىسلىق قىلماق؛ ئارقىسىدىن قوغلىماق، ئىزىغا چۈشمەك، پېيىگە چۈشمەك.

**تَعَقَّدَ يَتَعَقَّدُ تَعَقُّدًا:** قاتتى، ئۇيۇدى.

**تَعَقَّدَ الْأَمْرُ:** ئىش مۇرەككەپلەشتى، ئىش چىگىشلەشتى؛ چىرماشتى.

**تَعَقَّدَ الْكَلَامُ:** سۆزنى چۈشىنىش قىيىن بولدى، سۆز چۈشىنىكسىز بولدى.

**تَعَقَّرَ يَتَعَقَّرُ تَعَقُّرًا ظَهْرُ الدَّابَّةِ مِنَ الرَّحْلِ أَوِالسَّرْجِ:** يۈك ـ تاق ياكى ئىگەر ئۇلاغنىڭ دۈمبىسىنى غاجاپ يارا قىلىۋەتتى، سۈركەپ يارا قىلىۋەتتى.

**تَعَقَّلَ يَتَعَقَّلُ تَعَقُّلًا:** چوڭقۇر پىكىر قىلدى، چوڭقۇر ئويلاندى، پىكىر يۈرگۈزدى.

**تَعَقَّمَ يَتَعَقَّمُ تَعَقُّمًا:** يۇقۇمسىزلاندۇرۇلدى، دېزىنفېكسىيە قىلىندى.

**تَعْقِيبَةٌ:** سۆزنەك.

**تَعْقِيدٌ:** قالايمىقانلاشتۇرماق، مۇرەككەپلەشتۇرمەك، چىگىشلەشتۇرمەك، پاراكەندە قىلىۋەتمەك؛ قىيىنلاشتۇرماق.

**تَعْقِيمٌ:** مىكروب يوقاتماق، زەھەرسىزلەندۇرمەك، مىكروبسىزلاندۇرماق.

**تَعَكَّزَ يَتَعَكَّزُ تَعَكُّزًا عَلَى عُكَّازَتِهِ:** ھاسىسىغا يۆلەندى، ھاسىسىغا تاياندى.

**تَعَكَّفَ يَتَعَكَّفُ تَعَكُّفًا فِي الْمَكَانِ:** يوشۇرۇندى، خىلۋەتچىلىكتە ياشىدى، دۇنيا بىلەن بولغان ئالاقىنى ئۈزدى، تەركىدۇنيا بولدى، ئىبتىكاپتا ئولتۇردى.

**تَعَكَّنَ يَتَعَكَّنُ تَعَكُّنًا الْبَطْنُ:** سېمىزلىكتىن قورساق قاتلىنىپ كەتتى.

**تَعَكَّنَ الشَّيْءُ:** دۆۋىلىنىپ كەتتى، توپلىنىپ كەتتى.

**تَعَلَّقَ يَتَعَلَّقُ تَعَلُّقًا بِشَيْءٍ:** تۇتۇۋالدى، ئېسىلدى، ئالاقىدار بولدى.

**يَتَعَلَّقُ بِالْحَيَاةِ:** تۇرمۇشقا مۇناسىۋەتلىك، ھاياتقا ئالاقىدار.

**«سَنَبْحَثُ الْيَوْمَ كُلَّمَايَتَعَلَّقُ بِهَذِهِ الْمُشْكِلَةِ» :** بۈگۈن بىز بۇ مەسىلىگە ئالاقىدار ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى مۇھاكىمە قىلىمىز.

**تَعَلَّقَ بِهِ:** مۇناسىۋەتلىك بولدى، ئالاقىدار بولدى.

**فِيمَا يَتَعَلَّقُ بِـ:** ... غا مۇناسىۋەتلىك، ... غا دائىر، ... غا مۇناسىۋەتلىك بولغان.

**تَعَلَّقَ أَمْرٌ بِأَمْرٍ:** بىر ئىش يەنە بىر ئىشقا باغلاندى.

**تَعَلَّقَ بِالْحِبَالَةِ:** تورغا چۈشتى.

**تَعَلَّقَ بِحُبِّهَا:** ئۇ ئايالنى ياخشى كۆرۈپ قالدى.

**«كَادَ يَغْرِقُ وَلَكِنَّهُ تَعَلَّقَ بِخَشَبَةٍ طَافِيَةٍ فَنَجَا» :** ئۇ غەرق بولۇپ كېتىشكە تاس قالدى، لېكىن ئۇ لەيلەپ تۇرغان ياغاچقا ئېسىلىۋېلىپ ھايات قالدى.

**تَعَلَّقَتِ الْأُنْثَى:** ئايال ھامىلدار بولدى، بويىدا قالدى، ئېغىر ئاياغ بولدى.

**تَعَلُّقٌ:** ئېسىلماق.

**تَعَلَّلَ يَتَعَلَّلُ تَعَلُّلاً**: سەۋەب قىلىپ كۆرسەتتى، پاكىت دەپ ساندى، دەلىل ھېسابلىدى، ئۆزرىسىنى ئېيتتى.

**تَعَلَّلَ بِالْأَمْرِ**: ئالدىرىدى.

**«تَعَلَّلَ بِالْمَرَضِ لِتَبْرِيرِ غِيَابِهِ»**: ھازىر بولالمىغانلىقىغا كېسەللىكىنى سەۋەب قىلىپ كۆرسەتتى.

**تَعَلَّلَ بِالْأَمَلِ**: قۇرۇق ئارزۇ بىلەن ئىچ پۇشۇقىنى چىقاردى.

**تَعَلَّمَ يَتَعَلَّمُ تَعَلُّمًا الشَّيْءَ**: ئۆگەندى، ئوقىدى، تەربىيە ئالدى، تەلىم ئالدى.

**تَعَلَّمَ اللُّغَةَ الْعَرَبِيَّةَ**: ئەرەب تىلىنى ئۆگەندى.

**تَعَلَّمَ الْحِسَابَ**: ھېسابنى ئۆگەندى.

**تَعَلَّمَ فُنُونَ الْقِتَالِ**: ئۇرۇش تاكتىكىسىنى ئۆگەندى.

**«وَيَتَعَلَّمُونَ مَايَضُرُّهُمْ وَلاَ يَنْفَعُهُمْ» (قرآن)**: ھالبۇكى، ئۇلار ئۆزلىرىگە زىيىنى بار، پايدىسى يوق نەرسىلەرنى ئۆگىنەتتى.

**تَعَلِّيٌّ**: قەدەممۇ قەدەم ئۆرلىمەك، تەدرىجى كۆتۈرۈلمەك؛ تەكەببۇرلۇق قىلماق، ھاكاۋۇرلۇق قىلماق.

**تَعْلِيبٌ**: كونسېرۋا ياسىماق.

**تَعْلِيَةٌ**: يۇقىرى كۆتۈرۈلمەك، ئۆرلىمەك، ئۆسمەك.

**تَعْلِيقٌ ج تَعْلِيقَاتٌ وَتَعَالِيقُ**: ئاسماق، ئېسىپ قويماق؛ باھا، ئىزاھ، چۈشەنچە، (كىتابنىڭ ئارىسىغا يېزىلغان شەرھى ۋە ئىزاھلار)

**مِصْبَاحُ تَعْلِيقٍ**: ئاسما چىراغ، ئاسما پانار.

**بِدُونِ تَعْلِيقٍ**: ئىزاھسىز، چۈشەنچىسىز، شەرھسىز.

**«نَشَرَتْ إِحْدَى الصُّحُفِ تَعْلِيقًا عَلَى هَذَا الْخَبَرِ»**: گېزىتلەرنىڭ بىرى بۇ خەۋەرگە باھا ئېلان قىلدى.

**تَعْلِيلٌ ج تَعْلِيلاَتٌ**: ئاقلاش؛ چۈشەندۈرۈش، سەۋەبىنى بايان قىلىش.

**«لَمْ يَكُنْ تَعْلِيلُهُ لِمَا حَدَثَ مُقْنِعًا»**: يۈز بەرگەن ئىشقا ئۇنىڭ كۆرسەتكەن سەۋەبلىرى كىشىنى قانائەتلەندۈرەلمەيتتى.

**تَعْلِيمٌ ج تَعَالِيمُ**: تەلىم - تەربىيە، مائارىپ، تەربىيىلىمەك، يېتىشتۈرمەك، ئۆستۈرمەك، تەلىم بەرمەك، ئۆگەتمەك، ئوقۇتماق.

**التَّعْلِيمُ الْعَالِي**: ئالىي مائارىپ.

**التَّعْلِيمُ الرَّسْمِيُّ**: دۆلەت مائارىپى.

**التَّعْلِيمُ الْأَهْلِيُّ**: شەخسىلەر ئاچقان مەكتەپ مائارىپى.

**تَعْلِيمُ الْكِبَارِ**: چوڭلار مائارىپى.

**اَلتَّعْلِيمُ الْإِلْزَامِيُّ**: مەجبۇرىي تەلىم - تەربىيە، مەجبۇرىي مائارىپ.

**اَلتَّعْلِيمُ الْمُخْتَلَطُ**: قىز - ئوغۇللار بىر سىنىپتا بىللە ئوقۇيدىغان مائارىپ.

**سِنُّ التَّعْلِيمِ**: ئوقۇش يېشى.

**مَرَاحِلُ التَّعْلِيمِ**: ئوقۇتۇش باسقۇچلىرى.

**رِجَالُ التَّعْلِيمِ**: مائارىپچىلار، پېداگوكلار.

**فَنُّ التَّعْلِيمِ**: ئوقۇتۇش ئۇسۇلى، پېداگوگىكا.

**صَدَرَتِ التَّعْلِيمُ بِكَذَا**: ... توغرىلىق پەرمان چۈشتى.

**تَعْلِيمَاتٌ**: تەلىمات، يوليورۇق، كۆرسەتمە؛ بۇيرۇق، ئەمر - پەرمان.

**تَعْلِيمَاتٌ طِبِّيَّةٌ**: تىببىي تەلىماتلار.

**تَعْلِيمِيٌّ**: تەربىيىگە ئائىت، مائارىپقا ئالاقىدار، تەربىيىنىڭ، مائارىپنىڭ.

**تَعَمَّدَ يَتَعَمَّدُ تَعَمُّدًا الْأَمْرَ**: قىلماقچى بولدى، قىلىشنى ئويلىدى، قىلىش نىيىتىگە كەلدى، كۆڭلىگە پۈكتى؛ خىرىستىئان دىنىغا كىرىش قائىدىسىنى قىلدى.

**تَعَمُّدٌ**: نىيەت قىلماق، ئۇرۇنماق، مەقسەت قىلماق، ئويلىماق، كۆڭلىگە پۈكمەك.

**تَعَمُّدًا**: قەستەن، مەقسەتلىك، غەرەزلىك، ئەتەي.

**تَعَمُّدِيٌّ**: قەستەن، مەقسەتلىك، ئەتەي.

**تَعَمَّقَ يَتَعَمَّقُ تَعَمُّقًا فِي الْأَمْرِ**: چوڭقۇرلاشتى، چوڭقۇر تەتقىق قىلدى، چوڭقۇر مۇھاكىمە قىلدى، چوڭقۇرلاپ كىردى.

**تَعَمَّقَ فِي الْبَحْثِ**: چوڭقۇر ئىزدەندى، چوڭقۇر تەتقىق قىلدى.

**تَعَمَّمَ يَتَعَمَّمُ تَعَمُّمًا**: سەللە كىيدى، سەللە

ئۆرىدى، سەللە يۆگىدى.

**تَعَمَّمَهُ**: ئۇنى «تاغا» دەپ چاقىردى.

**تَعْمِيَةٌ**: كۆز ئەمىر – چەمىر بولماق، يوشۇرماق، ياپماق، بوياپ كۆرسەتمەك، نىقابلانماق، يالغاندىن بىر خىل تۈسكە كىرىۋالماق، نىقاب.

**تَعْمِيرٌ**: ئەمىر قىلماق، قۇرماق، قۇرۇلۇش قىلماق، گۈللەندۈرمەك، ئاۋات قىلماق.

**إِعَادَةُ تَعْمِيرِ الْمَدِينَةِ**: شەھەرنى قايتا قۇرۇپ چىقماق، شەھەرنى گۈللەندۈرمەك.

**بَنْكُ التَّعْمِيرِ**: قۇرۇلۇش بانكىسى.

**بَنْكُ التَّعْمِيرِ وَالْإِنْشَاءِ الدَّوْلِيُّ**: خەلقئارا گۈللەندۈرۈش بانكىسى.

**اَلْحَاجَةُ إِلَى التَّعْمِيرِ**: قۇرۇلۇشقا موھتاج، گۈللەندۈرۈشكە موھتاج.

**وِزَارَةُ التَّعْمِيرِ وَالْبِنَاءِ**: قۇرۇلۇش ئىنشائاتلىرى مىنىستىرلىكى.

**وِزَارَةُ الْإِسْكَانِ وَالتَّعْمِيرِ**: قۇرۇلۇش ۋە ماكانلاشتۇرۇش مىنىستىرلىكى.

**تَعْمِيمٌ**: ئومۇملاشتۇرماق، ئېلان قىلماق، جاكارلىماق، تاراتماق، تارقاتماق.

**«تَعْمِيمُ التَّعْلِيمِ الثَّانَوِيِّ»**: تولۇق ئوتتۇرا مائارىپنى ئومۇملاشتۇرۇش.

**تَعْمِيمُ الْكَهْرَبَاءِ**: ئېلېكترلەشتۈرمەك.

**تَعَنْقَدَ يَتَعَنْقَدُ تَعَنْقُدًا**: بىردىن – بىردىن ئېسىپ قويدى؛ دۆۋىلەپ قويدى.

**تَعَنَّتَ يَتَعَنَّتُ تَعَنُّتًا**: قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويۇشقا ئۇرۇندى، چارىسىز قالدۇرۇشقا ھەرىكەتلەندى؛ تەڭقىسلىقتا قالدۇردى؛ خاتالىققا ئېلىپ كەلدى.

**تَعَنَّتَ الرَّجُلُ**: تەرسالىق قىلدى، جاھىللىق قىلدى.

**تَعَنَّتَهُ وَ عَلَيْهِ مِنَ السُّؤَالِ**: گاڭگىرىتىپ قويدى، قىيناپ قويدى، تەڭلىكتە قالدۇردى، قىيىنچىلىقتا قالدۇردى.

**تَعَنَّتَ فِي آرَائِهِ**: ئۆز پىكرىدە تەرسالىق قىلدى، يولسىزلىق قىلدى.

**تَعَنُّتٌ**: تەرسالىق، كاجلىق، تەتۈرلۈك، جاھىللىق، چىڭ تۇرىۋالماق؛ چاپلىشىۋالماق؛ قۇسۇر تاپماق، تىرناق تېگىدىن كىر ئىزدە-

مەك.

**تَعَنَّى يَتَعَنَّى تَعَنِّيًا**: مۇشەققەت بىلەن ئىشلىدى ، قاتتىق چارچىدى.

**«تَعَنَّى الرَّجُلُ مِنْ أَجْلِ تَحْقِيقِ أَحْلاَمِهِ»** : ئۇ ئۆزىنىڭ ئارزۇ – ئارمانلىرىنى ئىشقا ئاشۇرۇش يولىدا جاپا چەكتى.

**تَعْنِيفٌ**: كايىماق، ئەيىبلىمەك، مالامەت قىلماق.

**تَعَهَّدَ يَتَعَهَّدُ تَعَهُّدًا**: كۆڭۈل بۆلدى، كۆيۈندى، دىققەت قىلدى، ھالىدىن خەۋەر ئالدى، سوراشتۇردى.

**تَعَهَّدَ بِالشَّيْءِ**: ئۈستىگە ئالدى.

**تَعَهَّدَ بِإِنْجَازِ الْمُهِمَّةِ**: ۋەزىپىنى ئادا قىلىشنى ئۈستىگە ئالدى.

**تَعَهَّدَ الْحَدِيقَةَ**: باغقا كۆڭۈل بۆلدى.

**تَعَهَّدَ أَمْلاَكَهُ**: مال – مۈلۈكلىرىنى باشقۇردى.

**تَعَهُّدٌ ج تَعَهُّدَاتٌ**: ۋەزىپە، مەجبۇرىيەت، جاۋابكارلىق، مەسئۇلىيەت؛ كاپالەت، توختام، كېلىشىم، پۈتۈم.

**تَعَهُّدٌ كِتَابِيٌّ**: يازما توختام، يازما كېلىشىم.

**تَعَوَّجَ يَتَعَوَّجُ تَعَوُّجًا**: ئەگرى بولدى، قىڭغىر بولدى.

**تَعَوَّدَ يَتَعَوَّدُ تَعَوُّدًا الشَّيْءَ أَوْعَلَى الشَّيْءِ**: ئادەتلەندى، ئادەتكە ئايلاندى، كۆندى، كۆنۈۋالدى.

**تَعَوَّدَ عَلَى السَّهَرِ**: ئۇخلىماسلىقنى ئادەت قىلىۋالدى.

**تَعَوَّدَ الْكَسَلَ**: ھورۇنلۇقنى ئادەت قىلىۋالدى.

**تَعَوُّدٌ**: ئادەتلەنمەك، كۆنمەك.

**تَعَوَّذَ يَتَعَوَّذُ تَعَوُّذًا بِهِ**: پاناھ تىلىدى، پاناھ ئىزدىدى، يۆلەنچۈك ئىزدىدى.

**تَعَوَّرَ يَتَعَوَّرُ تَعَوُّرًا الْعَارِيَةَ**: ئۆتنە بەرگەن نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى.

**تَعَوَّرَ الْقَوْمُ الشَّيْءَ**: قولمۇ قول ئېلىپ – بېرىشتى.

**تَعَوَّضَ يَتَعَوَّضُ تَعَوُّضًا الشَّيْءَ**: تۆلەتتى، تۆلىتىۋالدى، تولدۇرىۋالدى.

**تَعَوَّضَ عَنْهُ أَوْ بِهِ**: ئورنىغا قويدى، ئورنىغا دەسسەتتى، ئورنىنى ئالدى.

**تَعَوَّضَ مِنَ الشَّيْءِ:** تۆلىنىۋالدى، ئورنىغا تۆلەتكۈزدى، ئورنىغا دەسسەتتى.

**تَعَوَّقَ يَتَعَوَّقُ تَعَوُّقًا:** ھايال بولدى، كېچىكتى، توسقۇنلۇققا ئۇچرىدى.

**تَعْوِيذٌ ج تَعَاوِيذُ:** تۇمار، تىلتۇمار.

**تَعْوِيضٌ:** ئورنىنى باسماق، ئورنىنى ئىگىلىمەك؛ تۆلەتمەك.

**تَعْوِيضٌ عَنْ ضَرَرٍ:** زىياننى تۆلىمەك.

**تَعْوِيضٌ ج تَعْوِيضَاتٌ:** ھەق، تۆلەم؛ مۇكاپات.

**دَفَعَ تَعْوِيضًا:** تۆلەم تۆلىدى.

**تَعْوِيضَاتُ الْحَرْبِ:** ھەربىي تۆلەم.

**تَعْوِيمٌ:** يېنىكلىرى سۇ ئۈستىگە لەيلەپ چىقسۇن، ئېغىرلىرى ئاستىغا چۆكسۇن دەپ مەدەنلەرنى سۇغا چىلاپ قويۇش.

**تَعِيسٌ ج تُعَسَاءُ:** بەختسىز، شور پېشانە، بىتەلەي، بىچارە.

**تَعَيَّشَ يَتَعَيَّشُ تَعَيُّشًا:** تىرىكچىلىك قىلدى، جان باقتى، تۇرمۇش كەچۈردى، جاھاندارچىلىق قىلدى.

**تَعَيَّشَ مِنْ عَمَلِ يَدِهِ:** ئەمگىكىگە يۆلىنىپ ياشىدى.

**تَعَيَّنَ يَتَعَيَّنُ تَعَيُّنًا فِي مَنْصِبٍ:** مەنسەپكە تەيىنلەندى.

**تَعَيَّنَ عَلَيْهِ:** زۆرۈر بولدى، لازىم بولدى.

**تَعَيَّنَتْ لِكَذَا:** تەيىن تاپتى، بەلگىلەندى، خاس قىلىندى.

**«تَعَيَّنَتْ هَذِهِ الْأَرْضُ لِلْبِنَاءِ وَتِلْكَ لِلزِّرَاعَةِ»:** بۇيەر قۇرۇلۇش قىلىشقا، ئاۋۇ يەر تېرىلغۇغا تەيىن تاپتى.

**«يَتَعَيَّنُ عَلَيْكَ أَنْ تَهْتَمَّ بِمَظْهَرِكَ»:** سەن سىرتقى كۆرۈنۈشۈڭگە كۆڭۈل بۆلۈشۈڭ لازىم.

**«تَعَيَّنْتُ فِي هَذِهِ الْوَظِيفَةِ قَبْلَ سَنَةٍ»:** بىر يىل ئىلگىرى بۇ ۋەزىپىگە تەيىنلەندىم.

**تَعْيِينٌ ج تَعْيِينَاتٌ:** بەلگىلىمەك، تاللىماق، تاللىنىۋالماق، تەيىنلىمەك، ئەۋەتمەك، كۆرسەتمەك، بەلگىلىمە.

**تَعْيِينُ الْجُنْدِيِّ:** ھەربىي تەمىنات؛ ئوزۇق - تۈلۈك.

**تَغَابَنَ يَتَغَابَنُ تَغَابُنًا الْقَوْمُ:** بىر - بىرىنى ئالداشتى.

**تَغَابُنٌ:** ئۆز ئارا ئالداشماق، بىر - بىرىنى ئالداشماق.

**اَلتَّغَابُنُ:** قۇرئاندىكى بىر سۈرىنىڭ ئىسمى.

**يَوْمُ التَّغَابُنِ:** قىيامەت كۈنى، زىيان تارتىدىغان كۈن.

**«يَوْمَ يَجْمَعُكُمْ لِيَوْمِ الْجَمْعِ ذَلِكَ يَوْمُ التَّغَابُنِ»**

(قۇرئان): ئۇ كۈندە ئاللاھ سىلەرنى قىيامەت ئۈچۈن توپلايدۇ، ئۇ زىيان تارتىدىغان كۈندۇر.

**تَغَابَى يَتَغَابَى تَغَابِيًا:** دۆت بولۇۋالدى، گاللۇۋالىق بولۇۋالدى، بىلمەس بولۇۋالدى، ھاماقەت بولۇۋالدى، مەتۇ بولۇۋالدى.

**تَغَابَى عَنْهُ:** سەل قارىدى، ئېتىبارسىز قارىدى، كۆڭۈل بۆلمىدى.

**«لَيْسَ غَبِيًّا وَلَكِنَّهُ يَتَغَابَى حَتَّى لَا يُحَاسَبَ عَلَى فِعْلَتِهِ»:** ئۇ گاللۇۋالىق ئەمەس، لېكىن ئۇ قىلمىشىدىن جازاغا تارتىلماسلىق ئۈچۈن بىلمەس بولىۋالدى.

**تَغَاشَمَ يَتَغَاشَمُ تَغَاشُمًا:** بىلمەس بولۇۋالدى.

**تَغَاضَى يَتَغَاضَى تَغَاضِيًا عَنْهُ:** كۆرمەسكە سېلىۋالدى؛ سۈكۈت قىلدى.

**«اَلْمُدِيرُ الْجَيِّدُ لَا يَتَغَاضَى عَنْ تَقْصِيرِ مُوَظَّفِيهِ»:** ياخشى مۇدىر خىزمەتچىلىرىنىڭ كەمچىلىكىگە سەل قارىمايدۇ.

**تَغَافَلَ يَتَغَافَلُ تَغَافُلًا:** بىپەرۋا بولۇۋالدى، دىققەتسىز قىياپەتكە كىرىۋالدى.

**«هَذَا الرَّجُلُ لَيْسَ مُغَفَّلًا وَلَكِنَّهُ يَتَغَافَلُ»:** بۇ ئادەم بىپەرۋا ئەمەس، لېكىن ئۇ پەرۋاسىز قىياپەتكە كىرىۋالىدۇ.

**تَغَافَلَ عَنِ الْأَمْرِ:** سەل قارىدى، بىپەرۋالىق قىلدى.

**تَغَالَبَ يَتَغَالَبُ تَغَالُبًا:** تالاشتى، تارتىشتى، تىركىشىشتى.

**«تَغَالَبَ الْقَوْمُ عَلَى الْبَلَدِ»:** شەھەرنى تالاشتى.

**تَغَالَى يَتَغَالَى تَغَالِيًا النَّبَاتُ:** ئۆسۈملۈك چىرمىشىپ كەتتى.

**تَغَالَى فِي الْأَمْرِ:** كۆپتۈرۈۋەتتى، مۇبالىغە قىلىۋەتتى.

**تَغَالَى فِي الْبَيْعِ:** يۇقىرى باھادا ساتتى، قىممەت ساتتى.

**تَغَالَى الْمُتَقَاتِلُونَ بِالسِّهَامِ:** جەڭچىلەر بىر - بىرىگە ئوق ئېتىشتى.

**تَغَامَزَ يَتَغَامَزُ تَغَامُزًا:** قاش ئېتىشتى، كۆز ئىشارەت قىلىشتى، قاش - كۆزلىرىنى ئېتىشتى.

**«وَإِذَامَرُّوابِهِمْيَتَغَامَزُونَ» «قرآن»** (مۆمىنلەر): ئۇلارنىڭ ئالدىدىن ئۆتكەندە، ئۇلار ئۆز ئارا كۆز قىسىشاتتى.

**تَغَانَى يَتَغَانَى تَغَانِيًا:** باي بولدى.

**تَغَانَى الْقَوْمُ:** بىر -بىرىدىن بىھاجەت بولدى.

**تَغَاوَى يَتَغَاوَى تَغَاوِيًا الْقَوْمُ:** ئىل بىرىكتۇردى.

**تَغَاوَى الْقَوْمُ عَلَيْهِ:** ئۇنى ئۆلتۈرۈشنى پىلانلىدى.

**تَغَاوَى الطَّائِرُ عَلَى الشَّيْءِ:** قۇش ئەگىدى.

**تَغَايَدَ يَتَغَايَدُ تَغَايُدًا فِي مَشْيَتِهِ:** دەلدەڭشىپ ماڭدى.

**تَغَايَرَ يَتَغَايَرُ تَغَايُرًا:** خىلمۇ خىل بولدى.

**تَغَايَرُوا:** ئىختىلاپ قىلىشتى.

**تَغَايَرَتِ الْأَشْيَاءُ:** شەيئىلەر خىلمۇ خىل بولدى.

**«اِتَّفَقُوا فِي صِفَاتٍ وَتَغَايَرُوافِي صِفَاتٍ أُخْرَى»:** بىر قىسىم سۈپەتلىرى ئوخشاش بولسىمۇ يەنە بىر قىسىم سۈپەتلىرى ئوخشاش بولماي قالدى.

**تَغَبَّبَ يَتَغَبَّبُ تَغَبُّبًا:** نەتىجىنى كۈتتى، ئاقىۋىتىنى كۈتتى.

**تَغَبَّرَ يَتَغَبَّرُ تَغَبُّرًا:** چاڭ - توزان كۆتۈرۈلدى.

**تَغَبَّرَ وَجْهُهُ:** يۈزى چاڭ - توزان بولۇپ كەتتى، يۈزىنى چاڭ - توزان بېسىپ كەتتى.

**تَغَبَّشَ يَتَغَبَّشُ تَغَبُّشًا:** ئالداندى.

**تَغَبَّى يَتَغَبَّى تَغَبِّيًا:** دۆت دەپ قارىدى، گالۋاڭ ھېسابلىدى ، دۆت بولىۋالدى.

**تَغَتَّى يَتَغَتَّى تَغَتِّيًا النَّفْسُ:** كۆڭلى ئېلىشتى، كۆڭلى ئاينىدى، قۇسقۇسى كەلدى؛ يىرگەندى.

**تَغَدَّى يَتَغَدَّى تَغَدِّيًا:** چۈشلۈك تاماق يېدى.

**«نَتَغَدَّى كُلَّ يَوْمٍ فِي السَّاعَةِ الثَّانِيَةِ بَعْدَ الظُّهْرِ»:** بىز ھەر كۈنى چۈشتىن كېيىن سائەت ئىككىدە چۈشلۈك تاماق يەيمىز.

**تَغَذَّى يَتَغَذَّى تَغَذِّيًا:** تاماق يېدى، غىزالاندى.

**«قَضَى فِي الْغَابَةِ أَيَّامًا يَتَغَذَّى بِالنَّبَاتِ»:** ئۆسۈملۈك بىلەن ئوزۇقلىنىپ ئورمانلىقتا بىرقانچە كۈننى ئۆتكۈزدى.

**تَغْذِيَةٌ:** ئوزۇقلىنىش.

**«ظَهَرَتْ عَلَيْهِ أَمْرَاضٌ سَبَبُهَا نَقْصُ التَّغْذِيَةِ»:** ئوزۇق يېتىشمەسلىك سەۋەبىدىن ئۇنىڭدا نۇرغۇن كېسەل بارلىقى مەلۇم بولدى.

**«يَشْكُونَ سُوءَ التَّغْذِيَةِ»:** ئۇلار ناچار ئوزۇقلىنىشتىن داتلىماقتا.

**تَغَرَّبَ يَتَغَرَّبُ تَغَرُّبًا:** ۋەتەنىدىن ئايرىلدى، يۇرتتىن ئايرىلدى.

**«تَغَرَّبَ طَلَبًا لِلْحَيَاةِ الْكَرِيمَةِ»:** بەختلىك ھاياتنى قوغلىشىپ يۇرتىدىن ئايرىلدى.

**تَغَرُّبٌ:** يۇرتتىن ئايرىلماق، مۇساپىر بولماق.

**تَغَرَّدَ يَتَغَرَّدُ تَغَرُّدًا الطَّائِرُ:** قۇش سايرىدى.

**تَغَرَّضَ يَتَغَرَّضُ تَغَرُّضًا الْغُصْنُ:** شاخ سۇندى، ئۈزۈلدى.

**تَغَرَّمَ يَتَغَرَّمُ تَغَرُّمًا:** جەرىمانە تۆلىدى.

**تَغَرَّمَ بِخَمْسَةِ جُنَيْهَاتٍ:** بەش فوند جەرىمانە تۆلىدى.

**تَغَرْغَرَ يَتَغَرْغَرُ تَغَرْغُرًا:** ئېغىز چايقىدى، غەر - غەر قىلدى.

**تَغَرْغَرَتْ عَيْنَاهُ:** كۆزىدە ياش ئەگىدى، كۆزىگە ياش ئالدى.

**تَغْرِيبٌ:** پالىماق، سۈرگۈن قىلماق، قوغلاپ چىقارماق، يىراقلاشتۇرماق.

**تَغْرِيدٌ:** قۇشنىڭ سايرىشى.

**تَغْرِيقٌ:** غەرق قىلىۋەتمەك، چۆكتۈرۈۋەتمەك.

**اَلتَّغْرِيقُ التِّجَارِيُّ:** تۆكمە قىلىپ ساتماق، ئەرزان ساتماق.

**تَغْرِيقٌ «فِي الْبَلَاغَةِ»:** مۇبالىغە قىلماق، كۆپتۈرمەك.

**تَغَزَّلَ يَتَغَزَّلُ تَغَزُّلاً بِالشَّيْءِ:** چېقىلدى، ئەركىلەتتى، جەلپ قىلدى، زوقىنى كەلتۈردى.

**تَغَزَّلَ الْمَرْأَةَ:** ئايالنىڭ گۈزەللىكىنى تەسۋىرلىدى، ئايالغا مۇھەببەت ئىزھار قىلدى.

**تَغَشَّمَ يَتَغَشَّمُ تَغَشُّمًا:** خورلىدى، زۇلۇم قىلدى؛ زىيانكەشلىك قىلدى.

**تَغَشَّى يَتَغَشَّى تَغَشِّيًا بِثَوْبِهِ:** كىيىمىگە يۆگىنىۋالدى، كىيىنىۋالدى.

**تَغَشَّى زَوْجَتَهُ:** ئايالى بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلدى.

**«فَلَمَّا تَغَشَّاهَا حَمَلَتْ حَمْلاً خَفِيفًا فَمَرَّتْ بِهِ»**

«قۇرئان»: خوتۇنى بىلەن يېقىنچىلىق قىلغاندىن كېيىن، خوتۇنى يېنىككىنە قورساق كۆتۈرۈپ ئېغىر ئاياغ يۈردى.

**تَغَضَّبَ يَتَغَضَّبُ تَغَضُّبًا:** ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى.

**تَغَضَّرَ يَتَغَضَّرُ تَغَضُّرًا:** رەت قىلدى، باش تارتتى، بۇزۇلۇپ كەتتى.

**تَغَضَّرَ عَلَيْهِ:** ئۇنىڭغا كۆيۈنمىدى.

**تَغَضَّنَ يَتَغَضَّنُ تَغَضُّنًا:** پۈرلاشتى؛ بۇدرە بولدى، قورۇلۇپ كەتتى.

**«شَاخَ وَتَغَضَّنَ وَجْهُهُ»:** ئۇ قېرىپ يۈزى قورۇلۇپ كەتتى.

**تَغَطْرَسَ يَتَغَطْرَسُ تَغَطْرُسًا:** مەغرۇرلاندى، تەكەببۇرلۇق قىلدى.

**تَغَطْرَسَ فِي مَشْيِهِ:** غادىيىپ ماڭدى.

**تَغَطَّسَ يَتَغَطَّسُ تَغَطُّسًا:** شۇڭغىدى، يوشۇرۇندى، چۆكتى؛ يۇيۇندى؛ خىرىستىئان دىنىغا كىردى.

**تَغَطَّشَ يَتَغَطَّشُ تَغَطُّشًا عَيْنُهُ:** كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىزلاشتى، كۆزى خىرەلەشتى.

**تَغَطَّى يَتَغَطَّى تَغَطِّيًا:** يۆگەلدى، پۈركەلدى؛ يوشۇرۇندى.

**تَغَطَّى بِعَبَاءَتِهِ:** رىدائسىغا يۆگەلدى.

**تَغْطِيسٌ:** چۆكتۈرمەك، پاتۇرۇۋەتمەك، شۇڭغۇماق.

**تَغَفَّلَهُ يَتَغَفَّلُ تَغَفُّلاً:** ئۇنىڭ دىققەتسىزلىكىنى كۈتتى، ئۇنىڭ بىپەرۋالىقىنى كۈتتى.

**«كُنْ يَقِظًا فَخَصْمُكَ يَتَغَفَّلُكَ»:** پەخەس بولغىن، سېنىڭ دۈشمىنىڭ دىققەتسىزلىكىڭنى كۈتمەكتە.

**تَغَلْغَلَ يَتَغَلْغَلُ تَغَلْغُلاً:** ئىچكىرىلەپ كىردى، سىڭىپ كىردى، چوڭقۇرلاپ كىردى.

**«تَغَلْغَلَ الْفَسَادُ فِي الْمُؤَسَّسَةِ»:** چىرىكلىك ئورگانغا سىڭىپ كىردى.

**«تَغَلْغَلَ الْجَيْشُ فِي الْغَابَةِ»:** قوشۇن ئورماندا ئىچكىرىلەپ كىردى.

**تَغَلَّبَ يَتَغَلَّبُ تَغَلُّبًا:** ئىستىلا قىلدى، ئىگىلىۋالدى، قولغا كىرگۈزدى، يەڭدى.

**تَغَلَّبَ النُّعَاسُ عَلَيْهِ:** ئۇنى ئۇيقۇ باستى.

**تَغَلَّبَ عَلَى الْعَقَبَاتِ:** توسالغۇلارنى يەڭدى، توسالغۇلار ئۈستىدىن غالىب كەلدى.

**«تَغَلَّبَ عَلَى الْمُشْكِلَةِ»:** قىيىنچىلىقنى يەڭدى.

**تَغَلُّبٌ:** يەڭمەك، ئىگىلىۋالماق، بويسۇندۇرماق؛ تۈگەتمەك، خاتىمە بەرمەك.

**تَغَلَّفَ يَتَغَلَّفُ تَغَلُّفًا:** پېچەتلەندى، قاپلاندى، چاپلاندى.

**«تَغَلَّفَ بِغِلاَفٍ كَاذِبٍ مِنَ التَّوَاضُعِ»:** ئۇ ساختا كەمتەرلىك پەردىسىگە ئورۇنىۋالدى.

**تَغَلَّلَ يَتَغَلَّلُ تَغَلُّلاً فِي الشَّيْءِ:** قەدەم قويدى، ئىچكىرىلەپ كىردى، چوڭقۇرلاپ كىردى.

**تَغْلِيبٌ:** ئۆزئارا مۇناسىۋەتلىك ئىككى سۆزنىڭ بىرىنى ئىككىلىكشەكلىدەقوللىنىپ ئىككى سۆزنى ئىپادىلەش، مەسىلەن: «اَلأَبَوَيْنِ» سۆزى «أَبٌ» بىلەن «أُمٌّ» نى كۆرسىتىدۇ، «اَلْمَشْرِقَيْنِ» سۆزى «اَلْمَشْرِقُ» بىلەن «اَلْمَغْرِبُ» نى كۆرسىتىدۇ.

**تَغْلِيطٌ:** خاتالاشتۇرماق؛ خاتالىقىنى كۆرسىتىپ قويماق.

**تَغْلِيفٌ:** ئەتمەك، بېكىتمەك، پېچەتلىمەك.

**آلَةُ تَغْلِيفٍ:** يۆگەش ئەسۋابى.

**تَغْلِيفُ الْكُتُبِ:** كىتاب مۇقاۋىلاش.

**تَغَمْغَمَ يَتَغَمْغَمُ تَغَمْغُمًا الرَّجُلُ:** غودۇڭشىدى، غودۇرىدى.

**«تَغَمْغَمَ الْغَرِيقُ تَحْتَ الْمَاءِ» :** غەرق بولغۇچى سۇ ئاستىدا ئاۋاز چىقاردى.

**تَغَمَّدَ يَتَغَمَّدُ تَغَمُّدًا الشَّيْءَ:** ياپتى، دالدىغا ئالدى، پەردىلىدى.

**«تَغَمَّدَ اللّٰهُ الْفَقِيدَ بِرَحْمَتِهِ» :** ئاللاھ مەرھۇمنى ئۆز رەھمىتى بىلەن ياپسۇن.

**تَغَنْدَدَ يَتَغَنْدَدُ تَغَنْدُدًا:** چىرايلىق ياساندى، سۆلەتۋازلىق قىلدى.

**تَغَنَّجَ يَتَغَنَّجُ تَغَنُّجًا:** ناز قىلدى، ئەركىلىدى.

**تَغَنَّى يَتَغَنَّى تَغَنِّيًا:** مەدھىيىلىدى، كۈيلىدى؛ شېئىر ئوقۇدى.

**تَغَنَّى بِالشِّعْرِ:** ناخشا ۋە شېئىرلىرىدا ئۇنى كۈيلىدى، شېئىر ئوقۇدى.

**«تَغَنَّى بِأَخْلَاقِ أَبِيهِ» :** ئاتىسىنىڭ ئەدەپ ـ ئەخلاقىنى مەدھىيىلىدى.

**تَغَنَّى الشَّخْصُ:** باي بولدى، بېيىدى، پۇل ـ مېلى كۆپەيدى.

**تَغَوَّطَ يَتَغَوَّطُ تَغَوُّطًا:** ھاجەت قىلدى، چوڭ تەرەت قىلدى.

**تَغَوَّلَ يَتَغَوَّلُ تَغَوُّلًا ـ تِ الْمَرْأَةُ:** ئايال ئۇپا ـ ئەڭلىك سۈرتتى.

**تَغَيَّى يَتَغَيَّى تَغَيِّيًا الْغَايَةَ:** نىشاننى بەلگىلىدى؛ نىشانغا يەتتى.

**تَغَيَّبَ يَتَغَيَّبُ تَغَيُّبًا:** غايىب بولدى، يىراق بولدى.

**تَغَيَّبَ الْأَمْرُ:** ئىش مەخپى بولدى.

**«تَغَيَّبَ عَنِ الْإِجْتِمَاعِ» :** يىغىنغا ھازىر بولمىدى.

**تَغَيَّرَ يَتَغَيَّرُ تَغَيُّرًا:** ئۆزگەردى، ئالماشتى.

**«وَأَنْهَارٌ مِنْ لَبَنٍ لَمْ يَتَغَيَّرْ طَعْمُهُ» «قرآن» :** ... تەمى ئۆزگەرمىگەن سۈتتىن ئۆستەڭلەر ...

**تَغَيُّرٌ:** ئۆزگەرمەك، ئالماشماق.

**تَغْيِيرٌ:** ئۆزگەرتمەك، ئالماشتۇرماق.

**تَغْيِيرُ الْمَوَادِّ الدِّرَاسِيَّةِ:** ئوقۇشلۇق ئىسلاھاتى.

**تَغْيِيرُ مَلَابِسَ:** كىيىم ئالماشتۇرماق.

**تَغْيِيرُ طُرُقِ التَّدْرِيسِ:** ئوقۇتۇش ئۇسۇلىنى ئىسلاھ قىلىش.

**تَغْيِيرُ أُسْلُوبِ التَّدْرِيسِ:** ئوقۇتۇش ئۇسۇلىنى ئىسلاھ قىلىش.

**تَغَيَّضَ يَتَغَيَّضُ تَغَيُّضًا الْمَاءُ:** سۇ قۇرۇپ كەتتى، سوغۇلۇپ كەتتى.

**تَغَيَّظَ يَتَغَيَّظُ تَغَيُّظًا:** چىچىلىدى، ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى.

**تَغَيَّمَ يَتَغَيَّمُ تَغَيُّمًا ـ تِ السَّمَاءُ:** ھاۋا تۇتۇلدى، ئاسماننى بۇلۇت قاپلىدى.

**تَفَاءَلَ يَتَفَاءَلُ تَفَاؤُلًا بِهِ:** ئۈمىدۋار بولدى، ئىشەنچ بىلەن قارىدى.

**تَفَاءَلَ بِالشَّيْءِ:** ياخشى پال ئالدى.

**تَفَاءَلَ بِنَجَاحِهِ:** ئۇنىڭ نەتىجە قازىنىدىغانلىقىغا ئىشەنچ بىلەن قارىدى.

**«سَقَطَ الْمَطَرُ فَتَفَاءَلَ النَّاسُ بِهِ» :** يامغۇر ياغدى، كىشىلەر ئۇنىڭدىن ياخشى پال ئالدى.

**تَفَاؤُلٌ:** ئۈمىدۋارلىق بىلەن قارىماق، ئىشەنچ بىلەن قارىماق، ياخشى پال ئالماق.

**تَفَاحَشَ يَتَفَاحَشُ تَفَاحُشًا:** ناشايان سۆز ـ ھەرىكەتلەرنى قىلدى.

**تَفَاخَرَ يَتَفَاخَرُ تَفَاخُرًا:** پەخىرلىنىشتى، كۆز ـ كۆز قىلىشتى، ماختىنىشتى.

**«لَا تَتَفَاخَرْ بِنَسَبِكَ وَمَالِكَ وَإِنَّمَا بِأَعْمَالِكَ» :**
نەسەبىڭ، پۇل ـ مېلىڭ بىلەن پەخىرلەنمەي، پەقەت ئۆزۈڭنىڭ قىلغان ئىشىڭ بىلەن پەخىرلەنگىن.

**تَفَاخُرٌ:** ئۆزئارا پەخىرلەنمەك.

**«اِعْلَمُوا أَنَّمَا الْحَيَاةُ الدُّنْيَا لَعِبٌ وَلَهْوٌ وَزِينَةٌ وَتَفَاخُرٌ بَيْنَكُمْ وَتَكَاثُرٌ فِي الْأَمْوَالِ وَالْأَوْلَادِ»**
«قرآن» : بىلىڭلاركى، دۇنيا تىرىكچىلىكى ئويۇندىن، (كىشىنى ئاخىرەتتىن غەپلەتتە قالدۇرىدىغان) مەشغۇلاتتىن، زىبۇ زىننەتتىن، ئۆز ئارا پەخىرلىنىشتىن، پۇل ـ مال، پەرزەنت كۆپەيتىپ پەخىرلىنىشتىن ئىبارەتتۇر...

**تَفَادَى يَتَفَادَى تَفَادِيًا الرَّجُلُ مِنْ كَذَا:** ئېھتىيات قىلدى، پەخەس بولدى.

**تَفَادَى الْخَطَرَ:** خەتەردىن ساقلاندى.

**تَفَادَى الضَّرَرَ بِتَدَابِيْرَ عَاجِلَةٍ:** جىددىي تەدبىر ئارقىلىق زىياندىن ئامان قالدى.

**«تَفَادَاهُ خَشْيَةَ أَنْ يَبْطِشَ بِهِ»:** ئۇنىڭ تۇتۇۋېلىشىدىن قورقۇپ، ئۇنىڭدىن پەخەس بولدى.

**«عَادَتْ سُفُنُ الصَّيْدِ وَاحِدَةً إِثْرَ أُخْرَى إِلَى الْمِيْنَاءِ لِتَتَفَادَى الْأَعْصَارِ»:** بېلىقچىلار كېمىسى بوراندىن ساقلىنىش ئۈچۈن ئارقىمۇئارقا پورتقا قايتتى.

**تَفَادٍ (اَلتَّفَادِي):** ئېھتىيات قىلماق، پەخەس بولماق، ساقلانماق، ئامان بولماق.

**تَفَادِيًا عَنْ...:** ... دىن ساقلىنىش ئۈچۈن.

**تَفَارَقَ يَتَفَارَقُ تَفَارُقًا الْقَوْمُ:** ئايرىلىشتى.

**«هَذَانِ الصَّدِيقَانِ لَايَكَادَانِ يَتَفَارَقَانِ»:** بۇ ئىككى دوست ئايرىلمايدۇ.

**تَفَارِيْقُ مِنَ الشَّيْءِ:** پارچىلىرى، پارچە - پۇراتلىرى، چېچىلىپ كەتكەنلىرى.

**ضَمَّ تَفَارِيْقَ مَتَاعِهِ:** ئۇ يوك - تاقلىرىنىڭ چېچىلىپ كەتكەنلىرىنى يىغدى.

**تَفَاسَخَ يَتَفَاسَخُ تَفَاسُخًا الْأَمْرَ:** بىكار قىلىنىشتى، ئەمەلدىن قالدۇرۇشتى.

**تَفَاسَخَ الْبَيِّعَانِ الْبَيْعَ:** ئىككى سودىلاشقۇچى سودىنى بۇزۇشقا قوشۇلۇشتى.

**تَفَاصَحَ يَتَفَاصَحُ تَفَاصُحًا:** پاساھەتلىك سۆزلىگەن قىياپەتكە كىرىۋالدى.

**تَفْصِيْلٌ ج تَفَاصِيْلُ وَتَفْصِيْلَاتٌ:** تەپسىلىي، ئىنچىكە، تەپسىلات.

**«رَوَى أَدَقَّ التَّفَاصِيْلِ عَنِ الْحَادِثِ»:** ھادىسىنىڭ ئىنچىكە تەرەپلىرىنى دەپ بەردى.

**«إِلَيْكُمُ الْأَخْبَارَ بِالتَّفْصِيْلِ»:** خەۋەرلەرنى تەپسىلىي بايان قىلىمىز.

**«عَرَضَ قَضِيَّتَهُ بِدُونِ تَفَاصِيْلَ»:** ئۇ مەسىلىسىنى قىسقا سۆزلەپ بەردى.

**«دَخَلَ فِي تَفَاصِيلِ الْمَوْضُوعِ»:** ماۋزۇنىڭ ئىنچىكە تەرەپلىرىنى بايان قىلىشقا كىرىشتى.

**تَفَاعَلَ يَتَفَاعَلُ تَفَاعُلًا:** تەسىر كۆرسىتىشتى، رېئاكسىيىلەشتى.

**«تَفَاعَلَتِ الْمَادَّتَانِ الْكِيْمِيَاوِيَّتَانِ فَنَتَجَ مِنْ ذَلِكَ مَادَّةٌ جَدِيدَةٌ»:** ئىككى خىل خىمىيىۋى ئېلېمېنتنىڭ رېئاكسىيىلىشىشى نەتىجىسىدە يېڭى ئېلېمېنت پەيدا بولدى.

**تَفَاعَلَ مَعَ الْأَحْدَاثِ الْأَخِيْرَةِ:** ئۇ كېيىنكى ۋەقەلىكنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىدى.

**تَفَاعُلٌ:** ئۆز ئارا تەسىر كۆرسىتىش، بىر - بىرىگە تەسىر قىلىش.

**تَفَاعُلٌ كِيْمِيَاوِيٌّ:** خىمىيىلىك رېئاكسىيە.

**تَفَاعِيْلُ:** تۇراق (شېئىردا)

**تُفَاقٌ. تِفَاقَةٌ:** تۆكۈرۈك، شۆلگەي.

**تَفَاقَسَ يَتَفَاقَسُ تَفَاقُسًا الرَّجُلَانِ:** تۇخۇم سوقۇشتۇردى، تۇخۇم چېكىشتى.

**تَفَاقَمَ يَتَفَاقَمُ تَفَاقُمًا الشَّيْءُ:** ئېغىر بولدى، چوڭىيىپ كەتتى؛ خەۋپلىك بولدى، جىددىي بولدى.

**اَلْأَمْرُ:** مەسىلە ئېغىرلاشتى، خەتەرلىك باسقۇچقا كەلدى.

**«ضَعْ حَدًّا لِهَذِهِ الْفَوْضَىقَبْلَ أَنْ تَتَفَا»:** بۇ قالايمىقانچىلىق زورىيىپ كېتىشتىن بۇرۇن ئۇنى چەكلىگىن.

**تَفَاكَهَ يَتَفَاكَهُ تَفَاكُهًا:** چاقچاقلاشتى، ئويناشتى، ھەزىل قىلىشتى.

**تُفَالٌ:** تۆكۈرۈك؛ كۆپۈك.

**تَفَانَى يَتَفَانَى تَفَانِيًا:** پىداكارلىق بىلەن ئىشلىدى، پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن بېرىلىپ ئىشلىدى، پۈتۈن ۋۇجۇدىنى بېغىشلىدى.

**«تَفَانَى فِي خِدْمَةِ وَطَنِهِ»:** ۋەتىنى ئۈچۈن پۈتۈن ۋۇجۇدىنى بېغىشلىدى.

**تَفَانٍ (اَلتَّفَانِي):** ئۆزىنى ئۇنتۇش روھى، پىداكارلىق.

**تَفَاهَةٌ:** تەمسىز، بىمەزە.

**تَفَاهَةٌ ج تَفَاهَاتٌ:** ئەرزىمەس ئىش، ئەھمىيەتسىز ئىش.

**تَفَاهَمَ يَتَفَاهَمُ تَفَاهُمًا:** ئۆز ئارا چۈشىنىشتى؛ ئۆز ئارا چۈشەنچە ھاسىل قىلىشتى.

**تَفَاهَمَ الْقَوْمُ عَلَى أَمْرٍ:** چۈشەنچە ھاسىل قىلىشتى، بىرلىككە كېلىشتى.

**تَفَاهُمٌ:** ئۆز ئارا چۈشىنىشمەك.

**سُوءُ تَفَاهُمٍ:** خاتا چۈشەنچە، چۈشىنىشمەسلىك.

**«يَبْدُو أَنَّ هُنَاكَ تَفَاهُمًا حَوْلَ هَذَا بَيْنَ الدَّوْلَتَيْنِ»:** بۇ مەسىلە ئۈستىدە ئىككى دۆلەت ئوتتۇرىسىدا چۈشەنچە ھاسىل قىلىنغاندەك تۇرىدۇ.

**تَفَاوَتَ يَتَفَاوَتُ تَفَاوُتًا الشَّيْئَانِ:** بىر ـ بىرىدىن پەرقلەندى، پەرقلىق بولدى.

**«تَفَاوَتَ الرَّجُلَانِ فِي الْفَضْلِ»:** ئارتۇقچىلىقتا بىر ـ بىرىدىن پەرقلىق بولدى.

**تَفَاوُتٌ:** پەرق، ئوخشاشماسلىق.

**«مَاتَرَى فِي خَلْقِ الرَّحْمٰنِ مِنْ تَفَاوُتٍ» «قۇرئان»:** مېھرىبان ئاللاھنىڭ يارىتىشىدا ھېچ نۇقسانىنى كۆرمەيسەن.

**تَفَاوَضَ يَتَفَاوَضُ تَفَاوُضًا فِي الْأَمْرِ:** سۆھبەتلەشتى، مەسلىھەتلەشتى، كېڭەشتى.

**«تَفَاوَضَ الْوَفْدَانِ حَوْلَ عَدَدٍ مِنَ الْأُمُورِ الَّتِي تَهُمُّ الْبَلَدَيْنِ»:** ئىككى دۆلەتكە مۇناسىۋەتلىك ئىشلار ئۈستىدە ئىككى ئۆمەك كېڭەشتى.

**تَفَتَّتَ يَتَفَتَّتُ تَفَتُّتًا:** پارچە ـ پارچە بولۇپ كەتتى، چېقىلدى، تىتىلىپ كەتتى، بىتچىت بولدى، ئۇۋۇلۇپ كەتتى.

**تَفَتَّتَ مِنْهُ الْكَبِدُ:** زەردە گۆش بولۇپ كەتتى، يۈرەك ئېزىلىپ كەتتى.

**«وَضَعَ سَائِلاً عَلَى الْخَشَبِ فَتَفَتَّتَ»:** ياغاچ ئۈستىگە سۇيۇقلۇقنى قۇيۇۋىدى، ياغاچ پارچىلىنىپ كەتتى.

**تَفَتُّتٌ:** پارچىلانماق، چېقىلماق، بىتچىت بولماق، ئۇۋۇلۇپ كەتمەك.

**تَفَتَّحَ يَتَفَتَّحُ تَفَتُّحًا الزَّهْرَةُ:** چېچەك ئېچىلدى.

**تَفَتَّحَتِ الْأَزْهَارُ تَمَامًا:** گۈللەر تولۇق ئېچىلدى.

**«تَتَفَتَّحُ الْأَزْهَارُ كُلَّمَا أَقْبَلَ الرَّبِيعُ»:** ھەر قېتىم باھار كەلسە گۈللەر ئېچىلىدۇ.

**تَفَتَّرَ يَتَفَتَّرُ تَفَتُّرًا:** تىنجىدى، بېسىقتى.

**تَفَتَّرَ الْمَاءُ:** سۇ ئىسسىپ قالدى.

**تَفَتَّرَ الْجِسْمُ:** بەدەن ئاجىزلاشتى، بوشاپ كەتتى.

**تَفَتَّشَ يَتَفَتَّشُ تَفَتُّشًا:** ئاختۇرۇلدى، تەكشۈرۈلدى.

**تَفَتَّقَ يَتَفَتَّقُ تَفَتُّقًا:** ئاجرىدى، ئايرىلدى، يىرتىلدى.

**تَفَتَّقَ ذِهْنُهُ:** زېھنى ئېچىلدى.

**«تَفَتَّقَ الثَّوْبُ بَعْدَ أَيَّامٍ قَلِيلَةٍ مِنْ شِرَائِهِ»:** كىيىم سېتىۋېلىپ ئۇزۇن ئۆتمەي يىرتىلىپ كەتتى.

**تَفَتَّلَ يَتَفَتَّلُ تَفَتُّلاً:** ئېشىلدى، ئېگەرلىدى، توقۇلدى.

**تَفَتَّلَ الْحَبْلُ:** ئارغامچا ئېشىلدى.

**تَفَتَّى يَتَفَتَّى تَفَتِّيًا الرَّجُلُ:** كىشى يىگىت بولۇۋالدى.

**تَفْتِيشٌ:** تەكشۈرمەك، ئاقتۇرماق، تەپتىش قىلماق؛ كۆزدىن كەچۈرمەك.

**دِيْوَانُ التَّفْتِيشِ:** تەپتىش ئىشخانىسى، كۆزدىن كەچۈرۈش ئىشخانىسى؛ تەپتىش مەھكىمىسى.

**تَفْتِيشِيٌّ:** ئىزدەشكە ئائىت، ئىزدەشكە مۇناسىۋەتلىك، تەپتىشكە ئائىت.

**إِجْرَاءٌ تَفْتِيشِيٌّ:** كۆزدىن كەچۈرۈش رەسمىيىتى.

**تَفْتِيشِيَّةٌ:** كۆزدىن كەچۈرمەك، تەكشۈرمەك.

**دَوْرَةٌ تَفْتِيشِيَّةٌ:** مەزگىللىك كۆزدىن كەچۈرۈش.

**تَفَجَّرَ يَتَفَجَّرُ تَفَجُّرًا الْمَاءُ:** سۇ ئۇرغۇپ چىقتى، سۇ ئېتىلىپ چىقتى.

**تَفَجَّرَ الْقَذِيفَةُ:** بومبا پارتلىدى.

**«وَإِنَّ مِنَ الْحِجَارَةِ لَمَا يَتَفَجَّرُ مِنْهُ الْأَنْهَارُ» «قۇرئان»:** تاشلار ئارىسىدا ئىچىدىن (سۇ ئېتىلىپ چىقىپ) ئېرىقلار ھاسىل بولىدىغانلىرى بار.

**تَفَجَّرَتْ دُمُوعُهُ:** ئۇنىڭ كۆز يېشى تۆكۈلدى.

**«تَفَجَّرَتْ يَنَابِيعُ حَنَانِهَا»:** ئۇنىڭ مېھرى ـ مۇھەببەت بۇلاقلىرى تاشتى.

**تَفَجَّعَ يَتَفَجَّعُ تَفَجُّعًا عَلَى كَذَا:** قايغۇردى، ھەسرەت چەكتى، ئېچىندى.

**تَفَجَّعْنَا لِمَا حَدَثَ:** بىز يۈز بەرگەن ئىشقا

قايغۇردۇق.

**تَفَحَّجَ يَتَفَحَّجُ تَفَحُّجًا فِي مَشْيَتِهِ:** پۇتىنى ئۇچىدا دەسسەپ ماڭدى.

**تَفَحَّصَ يَتَفَحَّصُ تَفَحُّصًا:** تەكشۈردى، قاراپ چىقتى.

**تَفَحَّمَ يَتَفَحَّمُ تَفَحُّمًا الْجِسْمُ:** ماددا كۆمۈرگە ئايلاندى.

**تَفَخَّرَ يَتَفَخَّرُ تَفَخُّرًا:** مەغرۇرلاندى، چوڭچىلىق قىلدى.

**اَلتَّفِرُ أَوِ التَّفْرَانُ:** مەينەت باسقان ئادەم، كىر باسقان، توشرولۇق.

**تِفْرَاجٌ ج تَفَارِيجُ:** ئوچۇق، يوچۇق، ئاراش.

**تَفَارِيجُ الدَّرَابِزِيْنَ:** رشاتكىنىڭ ئارىلىقلىرى.

**تَفَارِيجُ الْأَصَابِعِ:** بارماقلارنىڭ ئارىلىقلىرى.

**تُفْرَةٌ:** يۇقىرى لەۋ ئۈستى ئويمانچىسى.

**تُفِرَةُ الشَّجَرِ:** بىخ، ئۈندۈرمە، تۈرەلمە (دەرەخ-نىڭ)

**تَفَرَّجَ يَتَفَرَّجُ تَفَرُّجًا الْغَمُّ:** غەم تارقالدى.

**تَفَرَّجَ الشَّخْصُ بِهِ:** كۆڭلى ئاچتى، خۇشال بولدى.

**«تَفَرَّجْتُ عَلَى الْمَسْرَحِيَّةِ»:** مەن تىياتىر كۆرۈپ كۆڭلۈم ئاچتىم.

**تَفَرَّدَ يَتَفَرَّدُ تَفَرُّدًا:** يالغۇز بولۇۋالدى، يېگانە بولۇۋالدى.

**تَفَرَّدَ بِالْأَمْرِ:** ئۆزى يالغۇز قىلدى، ئىشلىدى.

**تَفَرَّسَ يَتَفَرَّسُ تَفَرُّسًا فِي الشَّيْءِ:** سىنچىلاپ قارىدى، زەن قويۇپ كۆزەتتى.

**تَفَرَّسَ فِيهِ الْخَيْرَ:** ياخشىلىقنى سەزدى، ياخشى-لىقنى بايقىدى.

**«أَخَذَ يَتَفَرَّسُ فِي وَجْهِي كَأَنَّمَا كَانَ يَعْرِفُنِي»:** ئۇ مېنى تونۇيدىغاندەك ماڭا سىنچىلاپ قاراپ كەتتى.

**تَفَرَّعَ يَتَفَرَّعُ تَفَرُّعًا ـ تِ الْأَغْصَانُ:** شاخلار غولداپ كەتتى.

**تَفَرَّعَتِ الْمَسَائِلُ:** مەسىلىلەر كۆپەيدى.

**تَفَرَّعَ مِنْهُ:** ئۇنىڭدىن كېلىپ چىقتى، ئايرىلدى.

**«تَفَرَّعَتْ كُلُّ هَذِهِ الْمَذَاهِبِ مِنْ دِيْنٍ وَاحِدٍ»:** بۇ مەزھەپلەرنىڭ ھەممىسى بىر دىندىن كېلىپ چىقتى.

**تَفَرُّعٌ:** شاخلىماق، شاخ چىقارماق.

**تَفَرَّغَ يَتَفَرَّغُ تَفَرُّغًا لِلْأَمْرِ:** ئىشقا بېرىلدى، پۈتۈن زېھنىنى قويدى.

**«تَفَرَّغْتُ لِلْبَحْثِ الْعِلْمِيِّ»:** مەن ئىلمى تەتقىقاتقا بېرىلدىم.

**تَفَرَّقَ يَتَفَرَّقُ تَفَرُّقًا وَ تِفِرَّاقًا:** تارقالدى، چېچىلدى.

**تَفَرَّقَ الْقَوْمُ أَيْدِي سَبَأَ:** قوۋمدەك چېچىلىپ كەتتى.

**تَفَرَّقَتْ كَلِمَتُهُمْ:** ئىختىلاپ قىلىشتى، گېپى بىر يەردىن چىقمىدى.

**«وَيَوْمَ تَقُومُ السَّاعَةُ يَوْمَئِذٍ يَتَفَرَّقُونَ» «قرآن»:** قىيامەت قايىم بولغان كۈندە (مۆمىنلەر بىلەن كۇففارلار) بىر ـ بىرىدىن ئايرىلىدۇ.

**«وَاعْتَصِمُوا بِحَبْلِ اللّٰهِ جَمِيعًا وَلَا تَفَرَّقُوا» «قرآن»:** ھەممىڭلار ئاللاھنىڭ ئارغامچىسىغا (يەنى ئاللاھنىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىڭلار، ئايرىلماڭلار.

**تَفَرُّقٌ:** بۆلۈنۈپ كەتمەك، تارقىلىپ كەتمەك.

**تَفَرَّكَ يَتَفَرَّكُ تَفَرُّكًا:** ئۇۋۇلۇپ كەتتى، تىتىلىپ كەتتى، چۇشۇپ كەتتى.

**تَفَرَّكَ فِي كَلَامِهِ أَوْ مَشْيِهِ:** زېپانە بولۇۋالدى.

**تَفَرْزَنَ يَتَفَرْزَنُ تَفَرْزُنًا «فِي الشَّطْرَنْجِ»:** پېشكە خانىش بولدى.

**تَفَرْطَحَ يَتَفَرْطَحُ تَفَرْطُحًا:** تۈزلەندى، تەكشىلەن-دى؛ كېڭەيدى.

**تَفَرْعَنَ يَتَفَرْعَنُ تَفَرْعُنًا الرَّجُلُ:** تەكەببۇرلۇق قىلدى، مەغرۇرلاندى، ئۆزىنى چوڭ تۇتتى.

**تَفَرْعَنَ النَّبَاتُ:** ئوت ـ چۆپ قويۇق ئۆستى.

**تَفَرْعَنَ عَلَى:** زۇلۇم قىلدى، ياۋۇزلۇق قىلدى.

**تَفْرِقَةٌ:** ئايرىماق، بۆلمەك، ئايرىمىچىلىق.

**اَلتَّفْرِقَةُ الْعُنْصُرِيَّةُ:** ئىرقى ئايرىمىچىلىق.

**تَفَرْقَعَ يَتَفَرْقَعُ تَفَرْقُعًا:** پارتلىدى؛ پارتلاش ئاۋازى ئاڭلاندى.

**تَفَرْنَجَ يَتَفَرْنَجُ تَفَرْنُجًا:** ياۋروپالىشىپ كەتتى،

ياۋروپالىقلارنىڭ ئادەتلىرىنى سىڭدۈرۈۋالدى.

«تَفَرْنَجَ بَعْدَ سَفَرِهِ إِلَى الْبَعْثَةِ» : ئۇ ئوقۇشقا چىققاندىن كېيىن ياۋروپالىشىپ كەتتى.

**تَفَرْنَسَ يَتَفَرْنَسُ تَفَرْنُسًا**: فرانسۇزلارنىڭ ئەخلاق ۋە ئادىتىنى سىڭدۈرۈۋالدى.

**تَفَرْهَدَ يَتَفَرْهَدُ تَفَرْهُدًا الرَّجُلُ**: سەمرىپ چىرايلىق بولۇپ كەتتى.

**تَفْرِيخٌ**: ئۆستۈرمەك، كۆپەيتمەك.

**تَفْرِيخُ الْبَيْضِ**: تۇخۇم باستۇرماق.

**تَفْرِيخُ النَّبَاتِ**: نوتا چىقارماق، بىخلانماق.

**مَعْمَلُ التَّفْرِيخِ**: ئىنكۇباتور (سۈنئىي چۈجە چىقىرىش) ئەسۋابى.

**تَفْرِيغٌ**: بوشاتماق، بىكارلىماق، قۇرۇقدىماق.

**تَفْرِيغُ الْوَسْقِ**: يۈك چۈشۈرمەك.

**تَفْرِيقٌ**: ئاجراتماق، پارچىلىماق، تەقسىم قىلماق، پەرقلەندۈرمەك.

**بِالتَّفْرِيقِ**: تەپسىلىي، ئەتراپلىق؛ قىسمەن، پارچە سېتىش.

**تَفَزَّرَ يَتَفَزَّرُ تَفَزُّرًا**: يېرىلىپ كەتتى، تىتىلىپ كەتتى، يىرىلىپ كەتتى.

**تَفَزَّزَ يَتَفَزَّزُ تَفَزُّزًا**: سەكرىدى، ئاتلىدى، ھاللىدى.

**تَفَسَّحَ يَتَفَسَّحُ تَفَسُّحًا الْمَكَانُ**: ئورۇن كېڭەيدى.

**تَفَسَّحَ الشَّخْصُ**: سەيلى قىلدى.

**تَفَسَّحَ لَهُ فِي الْمَجْلِسِ**: سورۇندا ئۇنىڭغا ئورۇن چىقىرىپ بەردى.

«إِذَاقِيلَ لَكُمْ تَفَسَّحُوا فِي الْمَجَالِسِ فَافْسَحُوا»

(قرآن) : ئەگەر (سورۇندا) بىزلەر سىلەرگە «ئورۇن چىقىرىپ بېرىڭلار» دېسە، ئورۇن چىقىرىپ بېرىڭلار.

«تَفَسَّحْنَا فِي الْحَدِيقَةِ بَعْضَ الْوَقْتِ» : باغچىدا بىر دەم سەيلى قىلدۇق.

«تَفَسَّحَتِ السَّاحَةُ بَعْدَ أَنْ أُزِيلَتِ الْأَنْقَاضُ» : ئۆرۈلگەن بىنانىڭ چالما كېسەكلىرى ئېلىنىپ تاشلانغاندىن كېيىن مەيدان كېڭەيدى.

**تَفَسَّخَ يَتَفَسَّخُ تَفَسُّخًا**: چۈشۈپ كەتتى، تۆكۈلۈپ چۈشتى.

**تَفَسَّخَ الثَّوْبُ**: كىيىم چاك - چېكىدىن يىرتىلىپ كەتتى.

**تَفَسَّخَ الْأَخْلَاقُ**: ئەخلاق چۈشكۈنلىشىپ كەتتى.

**تَفَسَّخَ الشَّعْرُ عَنِ الْجِلْدِ**: چاچ چۈشۈپ كەتتى.

**تَفَسَّخَتِ الْجُثَّةُ**: جەسەت چىرىپ كەتتى.

**تَفَسَّرَ يَتَفَسَّرُ تَفَسُّرًا عَنِ الْأَمْرِ**: سۈرۈشتە قىلدى، چۈشەندۈرۈپ بېرىشنى سورىدى.

**تَفْسِيرٌ ج تَفْسِيرَاتٌ**: ئىزاھلىماق، چۈشەندۈرمەك، شەرھلىمەك، تەپسىر قىلماق؛ تەپسىر، ئىزاھات، شەرھى.

**تَفْسِيرُ الْقُرْآنِ**: قۇرئاننىڭ تەپسىرى.

«طَلَبَ مَجْلِسُ النُّوَّابِ مِنَ الْحُكُومَةِ تَفْسِيرًا لِلْبَيَانِ الَّذِي أَصْدَرَتْهُ» : پارلامېنت ھۆكۈمەتتىن چىقارغان باياناتنى چۈشەندۈرۈپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى.

**تَفْسِيرِيٌّ**: ئىزاھلىق، شەرھلىك.

**تَفَشَّى يَتَفَشَّى تَفَشِّيًا الْفَسَادُ**: بۇزۇقچىلىق تارالدى، كېڭەيدى.

**تَفَشَّى الْوَبَاءُ**: ۋابا تارقالدى.

**تَفَصَّحَ يَتَفَصَّحُ تَفَصُّحًا**: پاساھەتلىك سۆزلىگەن قىياپەتكە كىرىۋالدى.

**تَفَصَّدَ يَتَفَصَّدُ تَفَصُّدًا الدَّمُ**: قان ئاقتى.

**تَفَصَّدَ جَبِينُهُ عَرَقًا**: پېشانىسىدىن تەر قۇيۇلدى.

«يَتَفَصَّدُ الْعِرْقُ مِنْ جَبِينِهِ» : ئۇنىڭ پېشانىسىدىن تەر ئاقماقتا.

**تَفَصَّلَ يَتَفَصَّلُ تَفَصُّلًا**: پارچىلىنىپ كەتتى، بۆلۈنۈپ كەتتى، پارچە - پارچە بولۇپ كەتتى.

**تَفَصَّى يَتَفَصَّى تَفَصِّيًا مِنَ الشَّيْءِ**: ئايرىلدى، ئاجرىدى، ئۈزۈلدى، بۆلۈندى.

**تَفْصِيلٌ**: تەپسىلىي بايان قىلماق، ئىنچىكە شەرھلىمەك.

**تَفْصِيلٌ ج تَفْصِيلَاتٌ**: تەپسىلىي ئەھۋال، تەپسىلات، ئىنچىكە تەرەپلەر، كونكرېت ئەھۋاللار.

«إِلَيْكُمْ تَفَاصِيلُ الْأَخْبَارِ» : سىلەرگە خەۋەرلەرنىڭ تەپسىلاتىنى بايان قىلىمىز.

**تَفَضَّضَ يَتَفَضَّضُ تَفَضُّضًا الشَّيْءُ**: كۈمۈش يالىتىلدى، كۈمۈش ھەل بېرىلدى، ئاجراپ

**تَهَرَّى يَتَهَرَّى تَهَرِّيًا:** كالتەكلەندى، كالتەك بىلەن ئۇردى.

**تَهْرِيبٌ:** قاچۇرۇۋەتمەك، قېچىشقا كۈشكۈرتمەك.

**تَهْرِيبُ الْأَشْيَاءِ الْمَحْجُوزَةِ:** ئوغرىلىقچە ئۆتكۈزمەك، (مەنئى قىلىنغان نەرسىنى ئوغرىلىقچە ئۆتكۈزمەك)

**تَهْرِيبٌ مِنَ الْجُمْرُكِ:** تەكەسچىلىك قىلماق، تاموژنىدىن يوشۇرۇن ئۆتكۈزمەك.

**تَهَزَّأَ يَتَهَزَّأُ تَهَزُّؤًا بِهِ:** مەسخىرە قىلدى، زاڭلىق قىلدى، كۆزگە ئىلمىدى، مەنسىتمىدى، كەمسىتتى.

**تَهَزَّزَ يَتَهَزَّزُ تَهَزُّزًا الشَّيْءُ:** مىدىرلىدى، تەتردى.

**تَهَزَّمَ يَتَهَزَّمُ تَهَزُّمًا الْبِنَاءُ:** بىنا ئۆرۈلدى، بىنا يىقىلدى، پارچىلاندى.

**تَهَزَّمَتِ الْقَوْسُ:** ئوقيا ۋىژىلىدى، ئوقيا ۋىڭىلىدى.

**تَهَزْهَزَ يَتَهَزْهَزُ تَهَزْهُزًا الشَّيْءُ:** كۆڭلى يايراپ كەتتى، خۇشاللاندى.

**تَهَزْهَزَ إِلَيْهِ قَلْبُهُ:** مىدىرلىدى، ھەرىكەتلەندى.

**تَهْزِيمٌ:** زەيىنەك غۇڭۇلدىغان ئاۋازى.

**تَهَشَّمَ يَتَهَشَّمُ تَهَشُّمًا الشَّيْءُ:** سۇندى، پاچاقلاندى.

**«تَهَشَّمَتْ أَغْصَانُ الشَّجَرِمِنْ شِدَّةِ الرِّيَاحِ»:** قاتتىق بوراندىن دەرەخنىڭ شاخلىرى ئۇششۇتۇلۇپ كەتتى.

**تَهَصَّرَ يَتَهَصَّرُ تَهَصُّرًا:** ساڭگىلىدى.

**تَهَصَّرَتْ أَغْصَانُ الشَّجَرَةِ:** دەرەخ شاخلىرى ساڭگىلىدى.

**تَهَفْهَقَ يَتَهَفْهَقُ تَهَفْهُقًا:** غۇنچە بوي بولدى، زىلۋا بولدى.

**تَهَكَّمَ يَتَهَكَّمُ تَهَكُّمًا فُلاَنًا:** مەسخىرە قىلدى، مازاق قىلدى.

**تَهَكَّمَ الْبِنَاءُ:** بىنا ئۆرۈلۈپ چۈشتى.

**تَهَكَّمَ الرَّجُلُ:** مەسخىرە قىلدى، مازاق قىلدى.

**تَهَكَّمَ عَلَى فُلاَنٍ:** قاتتىق غەزەپلەندى.

**تَهَكَّمَ الْمَطَرُ:** يامغۇر ياغدى.

**تَهَكَّمَ فُلاَنٌ:** نەغمە قىلدى، ناخشا ئېيتتى، غەزەل ئوقۇدى.

**تَهَكَّمَ عَلَى الْأَمْرِ الْفَائِتِ:** ئۆتكەن ئىشقا پۇشايمان قىلدى، ئۆتكەن ئىشقا ئۆكۈندى.

**تَهَكُّمٌ:** مەسخىرە قىلماق، ھەجۋى قىلماق، مازاق قىلماق؛ قاتتىق غەزەپلەنمەك.

**يَتَهَكَّمُ:** مەسخىرە قىلىپ، مازاق قىلىپ، كىنايە قىلىپ.

**تَهَكُّمِيٌّ:** مەسخىرىلىك، كىنايىلىك.

**شِعْرٌ تَهَكُّمِيٌّ:** ساتىرا شېئىر.

**خُطَبٌ تَهَكُّمِيَّةٌ:** مەسخىرە خاراكتېرلىك نۇتۇق.

**تَهْلُكَةٌ:** ھالاكەت؛ ھالاك بولماق.

**«وَلاَتُلْقُوا بِأَيْدِيكُمْ إِلَى التَّهْلُكَةِ» (قرآن):** ئۆزۈڭلارنى ھالاكەتكە تاشلىماڭلار.

**تَهَلَّلَ يَتَهَلَّلُ تَهَلُّلاً السَّحَابُ بِالْبَرْقِ:** بۇلۇت چاقماق بىلەن يورۇپ كەتتى.

**تَهَلَّلَ الْوَجْهُ فَرَحًا:** چىرايى خۇشاللىقتىن ئېچىلىپ كەتتى.

**تَهَلُّلٌ:** خۇشال بولماق، خۇشاللىق.

**تَهَلْهَلَ يَتَهَلْهَلُ تَهَلْهُلاً:** يىرىلدى، دەزكەتتى، بۇزۇلدى، يىرتىلدى.

**تَهَلْهَلَ الثَّوْبُ:** كىيىم كونىراپ چىرىگىلى باشلىدى.

**تَهْلِيلٌ:** ئالقىشلىماق، باريكاللا ئېيتماق، تەنتەنە قىلماق؛ تەسبىھ ئېيتماق؛ «لاَإِلَهَ إِلاَّاللَّهُ» دېمەك.

**تُهْمَةٌ ج تُهَمَاتٌ:** تۆھمەت، بوھتان.

**تَهِمَ يَتْهَمُ تَهَمًا اللَّحْمُ:** گۆش پۇراپ قالدى.

**تَهْمِيمٌ:** ئەللەي ناخشىسى.

**تَهْمِيمَةٌ:** ئەللەي، ئەللەي ناخشىسى، بۆشۈك قوشىقى.

**تَهْنِئَةٌ ج تَهَانِئُ:** تەبرىكلىمەك، قۇتلۇقلىماق، ھال سورىماق؛ بەخت ـ سائادەت؛ خۇشاللىق.

**تَهْنِئَةٌ بِالزَّوَاجِ:** توينى تەبرىكلەش.

**تَهَنْدَمَ يَتَهَنْدَمُ تَهَنْدُمًا:** ياساندى، پەرداز قىلدى.

**تَهَنَّأَ يَتَهَنَّأُ تَهَنُّؤًا الشَّخْصُ بِالشَّيْءِ:** خۇشاللاندى، شادلاندى.

**تَهَنَّأَ فُلَانٌ:** سېخى بولدى، مەرد بولدى، كەڭ قول بولدى.

**«تَهَنَّأَ بِزِيَارَةِ قَبْرِ الرَّسُولِ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ»:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش بىلەن خۇشاللاندى.

**تَهَوَّدَ يَتَهَوَّدُ تَهَوُّدًا:** يەھۇدىي دىنىغا كىردى، يەھۇدىي بولدى.

**تَهَوَّرَ يَتَهَوَّرُ تَهَوُّرًا الشَّخْصُ:** شىددەت بىلەن تاشلاندى، ھۇجۇم قىلدى؛ قارامىلىق قىلدى.

**تَهَوَّرَ فِي الْكَلَامِ:** يېنىكلىك قىلدى، پەلەپەتىش گەپ قىلدى.

**تَهَوَّرَ الْبِنَاءُ:** بىنا بۇزۇلدى، بىنا ئۆرۈلدى.

**تَهَوَّرَ الْوَقْتُ:** ۋاقىت ئۆتۈپ كەتتى.

**تَهَوَّرَ الشَّخْصُ عَلَى غَيْرِهِ:** باشقىلارغا يېنىكلىك بىلەن چېقىلدى.

**تَهَوُّرٌ:** يېنىكلىك قىلماق، شاللاقلىق قىلماق، تەۋەككۈلچىلىق قىلماق.

**تَهَوَّسَ يَتَهَوَّسُ تَهَوُّسًا الشَّخْصُ:** سەۋدايى بولۇپ قالدى، نېرۋىسىدىن ئازدى، ئېلىشىپ قالدى.

**تَهَوَّمَ يَتَهَوَّمُ تَهَوُّمًا:** مۈگىدىدى، ئۈيقۇسىرىدى.

**تَهْوِيلٌ:** قورقۇتماق، ھەيۋە قىلماق؛ مۇبالىغە قىلماق.

**تَهْوِيلُ الْمُسْتَعْمِرِ لِلْمُوَاطِنِينَ:** مۇستەملىكىچىلەرنىڭ پۇقرالارغا قىلغان تەھدىت.

**تَهْيِيمٌ:** جاۋابكار؛ جىنايەت گۇماندارى.

**تَهَيَّأَ يَتَهَيَّأُ تَهَيُّؤًا:** تەييارلاندى، ھازىرلاندى.

**تَهَيَّأَ لِلسَّفَرِ:** سەپەرگە تەق بولدى.

**تَهَيَّأَ الشَّيْءُ لِلشَّخْصِ:** ئىمكانىيەت يارىتىلدى.

**تَهَيَّأَتْ لَهُ فُرْصَةُ النَّجَاحِ:** ئۇنىڭغا مۇۋەپپەقىيەت قازىنىش ئىمكانىيىتى يارىتىپ بېرىلدى.

**تَهَيَّبَ يَتَهَيَّبُ تَهَيُّبًا:** قورقتى، ۋەھىمىگە چۈشتى، ئەنسىرىدى، ئەيمەندى، ھېيىقتى.

**تَهَيَّبَ الطَّالِبُ مُدِيرَ الْمَعْهَدِ:** ئوقۇغۇچى ئىنستىتۇت مۇدىرىدىن ھېيىقتى.

**تَهَيَّبَهُ:** ھۆرمەتلىدى، ئىززەت ـ ئىكرام بىلدۈردى.

**تَهَيَّجَ يَتَهَيَّجُ تَهَيُّجًا:** روھلاندى، ھاياجانلاندى، قوزغالدى.

**تَهَيَّجَ الْمُتَظَاهِرُونَ:** نامايىشچىلار قوزغالدى.

**تَهَيُّجٌ:** قوزغالماق، ھاياجانلانماق؛ غەزەپلەنمەك؛ ياللۇغلانماق، ئوت ئالماق.

**اَلتَّهَيُّجُ الثَّوْرِيُّ:** ئىنقىلابىي ھەرىكەت.

**تَهْيِيجٌ:** قوزغىماق، قوزغاتماق، ھەرىكەتلەندۈرمەك.

**تَهَيَّرَ يَتَهَيَّرُ تَهَيُّرًا:** يىقىلدى، ئۆرۈلدى، غۇلىدى.

**تَوَاءَمَ يَتَوَاءَمُ تَوَاؤُمًا الشَّيْئَانِ:** بىر ـ بىرىگە ماسلاشتى، بىر ـ بىرىگە ئۇيغۇن كەلدى.

**تَوَاءَمَ الْغِنَاءُ:** ناخشا ماس كەلدى.

**تَوَاءَمَ الْفَتَيَاتُ:** قىزلار بىر ـ بىرىگە ماس كەلدى.

**تَوَاتُرٌ:** داۋاملىق، ئارقا ـ ئارقىدىن، كەينى كەينىدىن، ئۈزلۈكسىز، تۇتاشقان، ئۇلاشقان.

**تَوَاتُرُ الْأَلْفَاظِ:** سۆزلەرنىڭ كۆپ قوللىنىلىشى.

**اَلتَّوَاتُرُ يُفِيدُ الْقَطْعَ:** كۆپچىلىكتىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىس قەتئىيلىكنى بىلدۈرىدۇ.

**عَلَى التَّوَاتُرِ:** ئۈزلۈكسىز، داۋاملىق، ئۇدا، كەينى-كەينىدىن، ئارقا- ئارقىدىن، ئارقىمۇئارقا، بىر تۇتاش.

**تَوَاثَبَ يَتَوَاثَبُ تَوَاثُبًا:** سەكرىدى، ئاتلىدى، ھالقىدى، سەكرەپ ئىلگىرىلىدى؛ سەكرەشتى، ھالقىشتى.

**تَوَاجَدَ يَتَوَاجَدُ تَوَاجُدًا:** ياخشى كۆردى، كۆڭلى چۈشتى، يالغاندىن مۇھەببەت ياكى قايغۇسىنى ئىزھار قىلدى؛ تېپىلدى، بايقالدى.

**تَوَاجَهَ يَتَوَاجَهُ تَوَاجُهًا:** دوقۇرۇشۇپ قالدى، ئۇچرىشىپ قالدى، دىدار كۆرۈشتى، بىر ـ بىرىگە قارىشىپ تۇردى.

**تَوَادَّ يَتَوَادُّ تَوَادًّا:** دوست بولۇشتى، دوستلاشتى، ئۆزئارا دوستلۇق ئورناتتى.

**تَوَادٌّ:** ئىناق ئۆتۈشمەك، كۆڭۈللۈك ئۆتمەك، دوست بولۇشماق.

**«مَثَلُ الْمُؤْمِنِيْنَ فِي تَوَادِّهِمْ وَتَرَاحُمِهِمْ وَتَعَاطُفِهِمْ مَثَلُ الْجَسَدِ»** «حديث»: مۆمىنلەر ئۆزئارا دوستلىشىشتا ۋە ئۆزئارا كۆيۈنۈشتە ۋە ئۆزئارا ھەمكارلىشىشتا خۇددى بىر تەنگە ئوخشايدۇ.

**تَوَادَعَ يَتَوَادَعُ تَوَادُعًا الْقَوْمُ:** ۋىدالاشتى، خوشلاشتى.

**تَوَارَثَ يَتَوَارَثُ تَوَارُثًا الشَّيْءَ الْقَوْمُ:** ئەۋلادمۇ ئەۋلاد مىراسخور بولۇشتى.

**تَوَارَثَ الْقَوْمُ:** بەزىسى بەزىسىدىن مىراس ئالدى.

**تَوَارَثَتْهُ الْحَوَادِثُ:** ئۇ كەينى - كەينىدىن ھادىسىلەرگە يولۇقتى.

**تَوَارُثٌ «فِي عِلْمِ الْحَيَاةِ»:** ئىرسىيەت، ئۇدۇم.

**تَوَارُثُ زُرْقِيَّةِ الْعُيُونِ:** كۆك كۆزلۈك ئۇدۇمى.

**تَوَارَدَ يَتَوَارَدُ تَوَارُدًا الْقَوْمُ:** ئارقىمۇ ئارقا كەلدى.

**تَوَارَدَتِ الْأَخْبَارُ:** خەۋەرلەر كەينى - كەينىدىن يېتىپ كەلدى.

**تَوَارُدُ الْخَوَاطِرِ:** ئالدىنئالا كېلىشىۋالمىغان پىكىرلەرنىڭ ئوخشاپ قېلىشى.

**تَوَارَدَ الشَّاعِرَانِ:** ئىككى شائىرنىڭ شېئىرىدىكى ئىككى مەزمۇن تاسادىپىي ئوخشاش بولۇپ قالدى.

**تَوَارَى يَتَوَارَى تَوَارِيًا الشَّخْصُ:** يوشۇرۇندى، كۆزدىن غايىب بولدى.

**«حَتَّى تَوَارَتْ بِالْحِجَابِ»** «قرآن»: ئۇلار (كۆزۈمدىن) غايىب بولغىچە (ئۇلارنى كۆزدىن كەچۈرۈش) بىلەن بولدۇم.

**تَوَارَى فِي الضَّبَابِ:** تۇمانغا يوشۇرۇندى، تۇماندا قالدى.

**تَوَارَى الْقَمَرُ عَنِ الْأَنْظَارِ:** ئاي كۆزلەردىن يوشۇرۇندى.

**«تَمِيْلُ الشَّمْسُ نَحْوَ الْمَغِيْبِ، وَيَتَوَارَى عَنَّا نُورُهَا»:** قۇياش كۇن پېتىشقا قىيسايماقتا، ئۇنىڭ نۇرى بىزدىن يوشۇرۇنماقتا.

**تَوَازَنَ يَتَوَازَنُ تَوَازُنًا:** تەڭلەشتى، باراۋەر بولدى، تەڭپۇڭ بولدى.

**تَوَازُنٌ:** تەڭلەشمەك، باراۋەر بولماق، تەڭپۇڭلاشماق.

**تَوَازُنُ الْقُوَى:** كۈچلەرنىڭ تەڭپۇڭلىقى.

**تَوَازُنٌ سِيَاسِيٌّ:** سىياسىي تەڭپۇڭلۇق.

**فَقَدَ تَوَازُنَهُ:** تەڭپۇڭلۇقنى يوقاتتى.

**عِلْمُ تَوَازُنِ الْمَوَائِعِ:** ئاقار جىسىملار ستاتىستىكىسى.

**عِلْمُ تَوَازُنِ الْقُوَى:** ستاتىستىكا.

**تَوَازُنُ الْقُوَى الدُّوَلِيَّةِ:** خەلقئارا كۈچ تەڭپۇڭلۇقى.

**تَوَازُنُ الْعَقْلِ:** سالماق، تەمكىن، خاتىرجەم، خىرامان، تىنىچ.

**«تَوَازُنٌ بَيْنَ الدَّخْلِ وَالصَّرْفِ»:** كىرىم - چىقىمنىڭ تەڭپۇڭلۇقى.

**تَوَازَى يَتَوَازَى تَوَازِيًا الشَّيْئَانِ:** تەڭ كېلىشتى، بىر - بىرىگە تەڭ كەلدى، تەڭپۇڭ بولدى.

**تَوَازٍ:** تەڭ دەرىجىلىك، تەڭمۇ تەڭ، تەڭ يۈرگۈزمەك، بىللە يولغا قويماق، ياندىشىپ ماڭماق.

**تَوَاشَجَ يَتَوَاشَجُ تَوَاشُجًا الشَّيْءُ:** گىرەلىشىپ كەتتى، يۆگىشىپ كەتتى.

**تَوَاشَجَتْ عُرُوقُ الشَّجَرَةِ:** دەرەخنىڭ يىلتىزلىرى چىرمىشىپ كەتتى.

**تَوَاصَلَ يَتَوَاصَلُ تَوَاصُلاً:** ئالاقىلەشتى، ئالاقە باغلاشتى، مۇناسىۋەت قىلىشتى، كەلدى - باردى قىلدى، داۋاملاشتى.

**تَوَاصَلَ الشَّخْصَانِ:** بىرلەشتى، كەلدى - باردى قىلدى، ئالاقىلەشتى.

**تَوَاصَلَتِ الدُّرُوسُ فِي الْجَامِعَةِ:** ئۇنىۋېرسىتېتتا دەرسلەر داۋاملاشتى.

**تَوَاصُلٌ:** ئالاقىلەشمەك، كەلدى - باردى قىلماق.

**تَوَاصَى يَتَوَاصَى تَوَاصِيًا:** ئۆز ئارا تەۋسىيە قىلىشتى، ئۆز ئارا تونۇشتۇرۇشتى.

**«وَتَوَاصَوْا بِالصَّبْرِ وَتَوَاصَوْا بِالْمَرْحَمَةِ»** «قرآن»: ئۆزئارا سەۋر قىلىشقا تەۋسىيە قىلىشتى، ئۆزئارا مەرھەمەت قىلىشقا تەۋسىيە قىلىشتى.

**تَوَاضَعَ يَتَوَاضَعُ تَوَاضُعًا:** كەمتەر بولدى، كىچىك پېئىل بولدى.

**تَوَاضَعَ الْقَوْمُ عَلَى الْأَمْرِ:** بىرلىككە كەلدى.

**تَوَاضَعَتِ الْأَرْضُ:** زېمىن ئويمان بولدى.

**مَنْ تَوَاضَعَ لِلّٰهِ رَفَعَهُ:** ئاللاھ ئالدىدا كەمتەر بولغان كىشىنىڭ مەرتىۋىسىنى ئاللاھ يۇقىرى كۆتۈرىدۇ.

**تَوَاضُعٌ:** كەمتەر بولماق، كىچىك پېئىل بولماق.

**تَوَاطَأَ يَتَوَاطَأُ تَوَاطُأً الْقَوْمُ عَلَى الْأَمْرِ:** بىرلىككە كەلدى، ئىتتىپاقلاشتى.

**تَوَاطَئَةٌ عَلَى الْأَمْرِ:** مۇۋاپىقلاشتۇردى، بىرلىككە كەلتۈردى.

**تَوَاطَأَ الْمَرْأَةَ:** جىنسىي مۇناسىۋەت قىلىشتى.

**تَوَاطُؤٌ:** تىل بىرىكتۈرمەك، گېپىنى بىر قىلىۋالماق.

**تَوَاطَسَ يَتَوَاطَسُ تَوَاطُسًا الْمَوْجُ:** دولقۇن ئۆركەشلىدى.

**تَوَاطَسَ الْقَوْمُ:** قەۋم قىستاشتى.

**تَوَاعَدَ يَتَوَاعَدُ تَوَاعُدًا الْقَوْمُ:** ۋەدىلەشتى، ۋەدە قىلىشتى.

**«وَلَوْ تَوَاعَدْتُمْ لَاخْتَلَفْتُمْ فِي الْمِيعَادِ» (قرآن):** (مۇشرىكلار بىلەن ئۇچرىشىشنى) ۋەدىلەشكەن بولساڭلار، سىلەر (ئۆزۈڭلارنىڭ ئازلىقىنى، مۇشرىكلارنىڭ كۆپلىكىنى كۆرۈپ) ئەلۋەتتە بۇنىڭغا خىلاپلىق قىلغان بولاتتىڭلار.

**تَوَافَدَ يَتَوَافَدُ تَوَافُدًا:** ئارقىمۇ ئارقا يېتىپ كەلدى.

**تَوَافَرَ يَتَوَافَرُ تَوَافُرًا الشَّيْءُ:** كۆپەيدى، كېڭەيدى.

**تَوَافَرَ الْمَالُ:** مال - دۇنيا تولۇق بولدى، كۆپەيدى.

**تَوَافَقَ يَتَوَافَقُ تَوَافُقًا الْقَوْمُ:** ئىتتىپاقلاشتى، قوشۇلۇشتى، ئۆز ئارا ياردەم قىلىشتى.

**تَوَافَقُوا فِي الْأَمْرِ:** پىكىر بىرلىككە كەلدى، پىكىر بىرلىكىگە كېلىشتى.

**تَوَافُقٌ:** بىرلىك، بىردەكلىك، مۇناسىپ، ماس كەلمەك، ئۇيغۇن كەلمەك.

**تَوَافَى يَتَوَافَى تَوَافِيًا الْقَوْمُ:** ھەممە تولۇق كەلدى.

**تَوَاقَحَ يَتَوَاقَحُ تَوَاقُحًا الشَّخْصُ:** يۈزى قېلىن بولۇۋالدى.

**تَوَاقَعَ يَتَوَاقَعُ تَوَاقُعًا الْخُصُومُ:** ئۇرۇشتى، جېدەللەشتى.

**تَوَاقَفَ يَتَوَاقَفُ تَوَاقُفًا فِي الْحَرْبِ:** قارشىلىق كۆرسەتتى، قارشى تۇردى، قارشىلاشتى.

**تَوَاكَلَ يَتَوَاكَلُ تَوَاكُلًا الْقَوْمُ:** بىر - بىرىگە تايىنىشتى.

**تَوَاكَلَ الْقَوْمُ عَلَى فُلَانٍ:** ياردەم قىلدى.

**تَوَاكُلٌ:** ئۆزئارا تايانماق.

**تَوَالَدَ يَتَوَالَدُ تَوَالُدًا:** كۆپەيدى، كېڭەيدى، ئۆزئارا نەسىل قالدۇرۇشتى.

**تَوَالَفَ يَتَوَالَفُ تَوَالُفًا الْقَوْمُ:** ئىناق بولدى، يېقىن بولۇشتى، ئۆزئارا ئامراق بولۇشتى.

**تَوَالَى يَتَوَالَى تَوَالِيًا الشَّيْءُ:** ئەگەشتى، داۋاملاشتى، ئارقىمۇ ئارقا كەلدى.

**تَوَالَتْ عَلَيْهِ الْمَصَائِبُ:** كەلگۈلۈك ئۇنىڭغا ئارقىدىن كەلدى.

**تَوَالَتِ السَّنَوَاتُ:** يىللار بىر - بىرىگە ئۇلىشىپ كەلدى.

**تَوَالٍ:** ئارقىسىدىكى، ئەگەشكۈچى، ئىككىنچى بولۇپ كەلگۈچى، ئارقىمۇ ئارقا.

**تَوَالٍ مِنَ النُّجُومِ وَالْأُمُورِ:** ئاخىرىدىكىلەر، ئاياغدىكىلەر.

**تَوَامَقَ يَتَوَامَقُ تَوَامُقًا الرَّجُلَانِ:** دوستلاشتى، دوست بولۇشتى، يېقىن بولۇشتى.

**تَوَانَى يَتَوَانَى تَوَانِيًا فِي عَمَلِهِ:** سۇسلۇق قىلدى، بوشاپ كەتتى، سۆرەلمىلىك قىلدى.

**تَوَانٍ:** كېچىكمەك، كەينىگە سۈرمەك؛ سەل قارىماق، سۆرەلمىلىك قىلماق.

**بِغَيْرِ تَوَانٍ:** بوشاشماستىن، تەخىر قىلماستىن.

**تَوَاهَبَ يَتَوَاهَبُ تَوَاهُبًا:** ئۆزئارا سوۋغات بېرىشتى.

**تَوْءَمٌ ج تَوَائِمُ و تُؤَامُ م تَوْأَمَةٌ:** قوشكېزەك.

**تَوْءَمٌ سِيَامِيٌّ:** بەدىنى بىر - بىرىگە تۇتاش قوشكېزەك بالا.

**اَلتَّوْأَمَانِ:** بىر جۈپ قوشكېزەك.

**تَوْأَمَانِ:** ئۇ ئىككىسى قوشكېزەك.

**تَوْبَةٌ:** تۆۋە قىلماق، گۇناھىدىن قول ئۈزمەك، ئۆكۈنمەك، پۇشايمان قىلماق.

**«وَهُوَ الَّذِي يَقْبَلُ التَّوْبَةَ عَنْ عِبَادِهِ» (قرآن):**

ئاللاھ بەندىلىرىدىن تەۋبىنى قوبۇل قىلىدۇ.

**تَوْبَلَ يَتَوْبِلُ تَوْبَلَةً الطَّعَامَ:** تاماققا دورا - دەرمەك قوشتى.

**تَوْبِيخٌ:** مالامەت قىلماق، ئەيىبلىمەك.

**تُوتٌ:** قىبتى يىلىنىڭ ئاي بېشى.

**تُوتٌ. تُوتَةٌ. تُوتَاتٌ:** ئۈجمە.

**تُوتٌ أَحْمَرُ أَوْ شَامِيٌّ:** قارا ئۈجمە.

**تُوتٌ أَبْيَضُ:** ئاق ئۈجمە.

**تُوت عنخ آمون:** مىلادىدىن 14 ئەسىر بۇرۇن ئۆتكەن قەدىمكى مىسىر پىرئەۋنلىرىدىن بىرىنىڭ نامى.

**تَوَتَّرَ يَتَوَتَّرُ تَوَتُّرًا:** چىڭىدى، جىددىيلەشتى.

**تَوَتَّرَتِ الْعَلَائِقُ:** جىددىيلەشتى.

**تَوَتَّرَ الْعَصَبُ:** نېرۋا جىددىيلەشتى، نېرۋا چىچىلدى.

**تَوَتُّرٌ:** جىددىيلىك، جىددىيلەشمەك.

**اَلتَّوَتُّرُ:** ئېلېكتىر بېسىمى.

**خَطٌّ عَالِي التَّوَتُّرِ:** يۇقىرى بېسىملىق توك لىنىيىسى.

**أَسْلَاكٌ كَهْرَبَائِيَّةٌ ذَاتُ تَوَتُّرٍ عَالٍ:** يۇقىرى بېسىملىق توك سىمى.

**تَوَثَّبَ يَتَوَثَّبُ تَوَثُّبًا عَلَيْهِ فِي أَرْضِهِ:** زورلۇق بىلەن ئىگىلىۋالدى، تارتىۋالدى.

**تَوَثَّبَ عَلَى:** شىددەت بىلەن ئېتىلدى، بىردىنلا تاشلاندى، ھۇجۇم قىلدى، زەربە بەردى.

**تَوَثَّقَ يَتَوَثَّقُ تَوَثُّقًا:** مۇستەھكەملەندى، پۇختىلاندى.

**تَوَثَّقَ الشَّخْصُ فِي الْأَمْرِ:** خاتىرجەم ئىشلىدى، كۆڭلى توق بولدى.

**تَوَثَّقَتِ الْعُقْدَةُ:** توقۇناق چىڭىدى.

**تَوْثِيقٌ:** پۇختىلىماق، مۇستەھكەملىمەك، چىڭىتماق.

**تَوْثِيقُ الدُّيُونِ:** قەرزنى ھۆججەتلەشتۈرمەك.

**تَوَجَّبَ يَتَوَجَّبُ تَوَجُّبًا:** كۈنىگە بىر ۋاق تاماق يېدى.

**تَوَجَّبَ الْأَمْرُ:** بولۇشى مۇقەررەر بولدى، بولۇشى زۆرۈر بولدى.

**تَوَجَّدَ يَتَوَجَّدُ تَوَجُّدًا بِهِ:** ياخشى كۆرۈپ قالدى، كۆيۈپ قالدى، قىزغىن سۆيدى.

**تَوَجَّدَ لَهُ:** ماتەم تۇتتى، تەزىيە بىلدۈردى.

**تَوَجَّسَ يَتَوَجَّسُ تَوَجُّسًا الشَّخْصُ:** يوشۇرۇن ئاۋاز ئاڭلىدى.

**تَوَجَّسَ الصَّوْتَ:** قورقۇپ ئاڭلىدى، غال - غال تىترىدى، دەھشەتلىك ۋەھىمە ئىچىدە قالدى.

**تَوَجَّسَتِ الْأُذُنُ:** شەپىنى ئاڭلىدى.

**تَوَجَّسَ مِنْهُ شَرًّا:** تەشۋىشلەندى.

**تَوَجُّسٌ:** گۇمانلىنىپ خەۋپسىرەش، تەشۋىش قىلىش.

**تَوَجَّعَ يَتَوَجَّعُ تَوَجُّعًا الشَّخْصُ:** شىكايەت قىلدى، ھال ئېيتتى، دادلىدى.

**تَوَجَّعَ الشَّخْصُ لِفُلَانٍ مِمَّا نَزَلَ بِهِ:** پالانىغا ئىچىنى ئاغرىتتى.

**«تَوَجَّعَ الصَّدِيقُ لِصَدِيقِهِ مِنْ فُقْدَانِ ابْنِهِ»:** دوست دوستىنىڭ ئوغلىنىڭ ئۆلۈپ كەتكەنلىكىگە ئىچىنى ئاغرىتتى.

**تَوَجَّهَ يَتَوَجَّهُ تَوَجُّهًا إِلَيْهِ:** يۈزلەندى، باردى، كەتتى.

**«تَوَجَّهَ إِلَى الْأَمَاكِنِ الْمُقَدَّسَةِ»:** مۇقەددەس جايلارغا باردى.

**تَوَجَّهَ الشَّخْصُ إِلَيْهِ بِطَلَبٍ:** ئىلتىماس قىلدى.

**«تَوَجَّهَتِ النِّقَابَةُ إِلَى الْحُكُومَةِ بِطَلَبَاتٍ مُعَيَّنَةٍ»:** ئىشچىلار ئۇيۇشمىسى ھۆكۈمەتكە مۇئەييەن تەلەپلەرنى قويدى.

**تَوْجِيهٌ ج تَوْجِيهَاتٌ:** كۆرسەتمە، يوليورۇق، پەرمان؛ يۈزلەندۈرمەك.

**اَلتَّوْجِيهُ (فِي الْبَلَاغَةِ):** سۆزنى ئىككى خىل مەنە بېرىدىغان قىلىپ بايان قىلىش ۋە ئىپادىلەش (ئىستىلىستىكىدا)

**عَجَلَةُ التَّوْجِيهِ:** رول؛ ئايلىنىدىغان چىشلىق چاق.

**تَوْجِيهٌ:** يوليورۇق بەرمەك، كۆرسەتمەك، يۈزلەندۈرمەك.

**تَوْجِيهٌ مِهَنِيٌّ:** كەسپى كۆرسەتمە.

**اَلتَّوْجِيهُ عَنْ بُعْدٍ:** يىراقتىن كۆرسىتىش، يىراقتىن باشقۇرۇش، يىراقتىن كونترول قىلىش.

**تَوْجِيهَاتُ الزَّعِيمِ:** داھىنىڭ يوليورۇقى.

**تَوْجِيهِيٌّ:** نىشانلىق، كۆرسەتمىلىك، يۆنىلىشلىك، يوليورۇق خاراكتېرلىك.

**اَلْفَصْلُ التَّوْجِيهِيُّ:** تەييارلىق سىنىپ، تەييارلىق كۇرس.

**آرَاءٌ تَوْجِيهِيَّةٌ:** كۆرسەتمە خاراكتېرلىك توغرا پىكىرلەر.

**اَلشَّهَادَةُ التَّوْجِيهِيَّةُ :** تولۇق ئوتتۇرا مەكتەپ دىپلومى.

**تَوْخٌ:** تەييارلىق قىلماق.

**تَوَحَّدَ يَتَوَحَّدُ تَوَحُّدًا:** يالغۇز قالدى، يەككە ـ يېگانە بولدى، يېتىم قالدى، تەنها بولدى، بىر ئۆزى قالدى، مۇستەقىل قالدى؛ بويتاق يۈردى، تەنها ياشىدى.

**تَوَحَّدَ الشَّخْصُ بِالشَّيْءِ:** يالغۇز ئۆزىنىڭ قىلىۋالدى.

**تَوَحَّدَ بِرَأْيِهِ:** پىكرىدە يالغۇز قالدى، يالغۇز بولۇۋالدى.

**تَوَحَّدَهُ اللّٰهُ بِعِصْمَتِهِ:** ئاللاھ ئۇنى پاناھىغا ئالدى، ئاللاھ ئۇنى قوغدىدى.

**تَوَحَّدَ بِالْأَمْرِ:** مۇستەقىل قىلدى، تەنها قىلدى، ئايرىم قىلدى؛ يالغۇز قىلدى، يەككە ـ يېگانە بولۇۋالدى، مۇستەقىل بولدى.

**تَوَحَّدَهُ بِعِنَايَتِهِ:** ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلدى، دىققەت ـ ئېتىبارىنى مەركەزلەشتۈردى.

**تَوَحُّدٌ:** يالغۇز، تەنها، يالغۇز، تەنهالىق؛ بىرلەشمەك، بىرلىككە كەلمەك.

**تَوَحَّشَ يَتَوَحَّشُ تَوَحُّشًا:** ياۋۇزلاشتى، ياۋايىلاشتى، ۋەھشىيلەشتى.

**تَوَحَّشَ الْمَكَانُ:** ئادەمزاتتىن خالى بولۇپ قالدى.

**تَوَحُّشٌ:** قوپاللىق، توڭلۇق، ۋەھشىيلىك، رەھىمسىزلىك، مەدەنىيەتسىزلىك.

**تَوَحَّلَ يَتَوَحَّلُ تَوَحُّلاً الْمَكَانُ:** لاي بولۇپ كەتتى، پاتقاق بولۇپ كەتتى.

**تَوَحَّلَتِ الطَّرِيقُ إِثْرَ الْفَيَضَانَاتِ:** كەلكۈندىن كېيىن يول پاتقاق بولۇپ كەتتى.

**اَلتَّوْحِيدُ:** ئاللاھنى يەككە ـ يېگانە، ھېچ شېرىكى يوق دەپ ئېتىقاد قىلماق؛ بىرلەشتۈرمەك، تەرتىپكە سالماق.

**عِلْمُ التَّوْحِيدِ:** تەۋھىد ئىلمى.

**مَعَالِمُ التَّوْحِيدِ:** مۇسۇلمانلارنىڭ مەسچىت قاتارلىق ئىبادەتگاھلىرى.

**تَوَخَّى يَتَوَخَّى تَوَخِّيًا الْأَمْرَ:** كۆزلىدى، دىلىغا پۈكتى، ئىنتىلدى.

**تَوَخَّى طَرِيقَ الْخَيْرِ:** ياخشىلىق يولىنى كۆزلىدى.

**تَوَخَّى الْأَمْرَ:** كۆڭلىگە پۈكتى.

**تَوَدَّدَ يَتَوَدَّدُ تَوَدُّدًا:** دوستلۇق ئىزهار قىلدى، ياخشى تەسىر قالدۇردى، ياخشى كۆرۈشنى ئىپادىلىدى.

**تَوَدَّدَ الشَّخْصَ:** دوستلۇقنى تىلىدى، دوستلۇق ئىزهار قىلدى.

**تَوَدَّدَ إِلَى الشَّخْصِ:** دوست بولۇشقا ھەرىكەتلەندى، دوستلۇقنى قولغا كەلتۈرۈشكە ئۇرۇندى.

**تَوَدَّدَ إِلَيْهِ:** مۇھەببەت ئىزهار قىلدى.

**تَوْدِيعٌ:** خوشلاشماق، ۋىدالاشماق.

**«أَقَامَ مَأْدُبَةً لِتَوْدِيعِ فُلاَنٍ» :** خوشلىشىش زىياپىتى ئۆتكۈزدى.

**تَوْدِيعِيٌّ:** خوشلىشىشلىك، ئۇزىتىشلىك، ۋىدالىشىش خاراكتېرلىك.

**تُورٌ ج أَتْوَارٌ:** پىيالە، قوتا، كىچىك قاچا؛ ئەلچى؛ ھورمۇن.

**اَلتَّوْرَاةُ:** تەۋرات (مۇسا ئەلەيھىسسالامغا نازىل بولغان كىتاب، يەھۇدىلارنىڭ مۇقەددەس كىتابى)

**«إِنَّا أَنْزَلْنَا التَّوْرَاةَ فِيهَا هُدًى وَ نُورٌ» (قرآن):** بىز ھەقىقەتەن (مۇساغا) تەۋراتنى نازىل قىلدۇق، تەۋراتتا (توغرا يولغا يېتەكلەيدىغان) ھىدايەت ۋە نۇر بار.

**أَهْلُ التَّوْرَاةِ:** يەھۇدىلار، قەدىمكى ئىبرانىيلار.

**تَوَرَّدَ يَتَوَرَّدُ تَوَرُّدًا:** يېتىپ كەلدى، باردى.

**تَوَرَّدَ الْخَدُّ:** مەڭز قىزاردى، قىزىل گۈل رەڭگىگە كىردى.

**تَوَرَّدَ الشَّيْءَ:** هازىر قىلدى.

**تَوَرَّطَ يَتَوَرَّطُ تَوَرُّطًا الشَّخْصُ:** مۇشكۇل ئەھۋالغا چۈشۈپ قالدى، نىمىنى قىلىشنى بىلمەي قالدى، گاڭگىراپ قالدى.

**تَوَرَّطَ فِي الْحَرْبِ:** ئۇرۇشقا دۇچار بولدى، ئۇرۇشقا كىرىپ قالدى.

**تَوَرَّطَتِ الدَّابَّةُ:** هايۋان پېتىپ قالدى.

**تَوَرَّعَ يَتَوَرَّعُ تَوَرُّعًا عَنْ كَذَا:** ساقلاندى، خالى بولدى.

**تَوَرَّعَ الشَّخْصُ مِنَ الْأَمْرِ:** ساقلاندى، ئۆزىنى چەتكە ئالدى.

**تَوَرَّمَ يَتَوَرَّمُ تَوَرُّمًا جِلْدُهُ:** ئۇنىڭ تېرىسى ئىششىپ كەتتى، ئىششىدى.

**تَوَرَّى يَتَوَرَّى تَوَرِّيًا عَنْهُ:** يوشۇرۇندى.

**تَوْرِيَةٌ:** يوشۇرۇنماق، مۆكۈۋالماق، ئۆزىنى دالدىغا ئالماق.

**تَوْرِيَةٌ «فِي عِلْمِ الْبَلَاغَةِ»:** قوش مەنىلىك سۆز، كۆرۈنۈشتە باشقىنى دەپ، ئەسلى مەنىسىنى يوشۇرماق.

**تَوْرِيَةٌ «فِي عِلْمِ الْمَنْطِقِ»:** ئەگىتمە گەپ، ياپتا گەپ.

**تَوْرِيَةٌ «فِي عِلْمِ الْبَدِيعِ»:** يېقىن، يىراق ياكى ئاشكارا، يوشۇرۇن ئىككى مەنىگە دالالەت قىلىدىغان بىرەر سۆزنى كەلتۈرۈپ ئۇنىڭدىن ئىككىنچى مەنانى مەقسەت قىلماق.

**تَوْرِيدٌ:** سىرتتىن كىرگۈزۈش، ئىمپورت قىلىش.

**تَوْرِيدُ الْبِضَاعَةِ:** تاپشۇرۇۋالماق.

**تَوْرِيدُ السِّلْعَةِ:** ئىمپورت قىلماق.

**تَوَزَّرَ يَتَوَزَّرُ تَوَزُّرًا الشَّخْصُ لَهُ:** ئۇنىڭ ۋەزىرى بولدى، ئۇنىڭغا ۋەزىر بولدى.

**تَوَزَّعَ يَتَوَزَّعُ تَوَزُّعًا الشَّيْءُ:** چېچىلىپ كەتتى، بۆلۈنۈپ كەتتى، ئايرىلىپ كەتتى.

**تَوَزَّعَ الْقَوْمُ الشَّيْءَ بَيْنَهُمْ:** تەقسىم قىلدى، بۆلدى.

**تَوَزَّعَ عَنْهُ الْأَفْكَارُ:** پىكرى چېچىلىپ كەتتى.

**تَوْزِيعٌ:** تەقسىم قىلماق، بۆلمەك.

**تَوْزِيعُ الْمَنْشُورَاتِ:** تەشۋىقات ۋەرەقىسى تارقاتماق.

**سُوءُ التَّوْزِيعِ:** توغرا تەقسىم قىلماسلىق.

**تَوْزِيعُ الْأَرْبَاحِ عَلَى الْمُسَاهِمِينَ:** پايچىلارغا پايدىنى بۆلمەك.

**تَوْزِيعُ الْجَوَائِزِ:** مۇكاپات تارقاتماق.

**تَوَسَّخَ يَتَوَسَّخُ تَوَسُّخًا الشَّيْءُ:** كىر بولۇپ كەتتى، مەينەتلىشىپ كەتتى.

**تَوَسَّخَ الشَّارِعُ:** كوچا پاسكىنىلىشىپ كەتتى.

**تَوَسَّدَ يَتَوَسَّدُ تَوَسُّدًا الْوِسَادَةَ:** ياستۇق قويدى.

**تَوَسَّدَ الثَّرَى:** ئۆلدى، هالاك بولدى.

**تَوَسَّدَ الْأَرْضَ:** داق يەردە ئۇخلىدى.

**تَوَسَّدَ الْحَائِطَ:** تامغا يۆلەندى.

**تَوَسَّدَ ذِرَاعَهُ:** بىلىكىنى ياستۇق قىلدى.

**تَوَسَّدَ الطِّفْلُ صَدْرَ أُمِّهِ:** بوۋاق ئانىسىنىڭ مەيدىسىدە ئۇخلىدى.

**تَوَسَّطَ يَتَوَسَّطُ تَوَسُّطًا الْقَوْمَ:** ئوتتۇرىدا ئولتۇردى.

**تَوَسَّطَ بَيْنَ النَّاسِ:** ياراشتۇردى، ئەپلەشتۈردى، مۇرەسسە قىلدى.

**تَوَسَّطَ بَيْنَهُمْ لِإِيقَافِ النِّزَاعِ:** دە تالاشنى توختىتىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ۋاستىچىلىق قىلدى.

**تَوَسَّطَ الشَّخْصُ بِهِ:** ئۇنى ۋاستە قىلدى.

**تَوَسَّعَ يَتَوَسَّعُ تَوَسُّعًا الشَّيْءُ:** كېڭەيدى، كەڭ بولدى، زورايدى؛ ماس كەلدى، ئۇيغۇن بولدى.

**تَوَسَّعَ فِي:** ئاشۇردى، كۆپەيتتى، راۋاجلاندۇردى.

**تَوَسَّعَ الْقَوْمُ فِي الْمَجْلِسِ:** قەۋم كەڭتاشا ئولتۇرۇشتى.

**تَوَسَّعَ الشَّخْصُ فِي الْعَطَاءِ:** كۆپ بەردى.

**تَوَسُّعٌ:** كېڭەيمەك؛ قانات يايدۇرماق؛ كېڭەيمىچىلىك سۆزنى ئەسلى مەنىسىدىن كەڭ دائىرىدە ئىستېمال قىلماق.

**اَلتَّوَسُّعُ الْإِسْتِعْمَارِيُّ:** جاهانگىرلىكنىڭ كېڭەيمىچىلىكى.

**تَوَسُّعٌ حَرْبِيٌّ:** هەربىي كېڭەيمىچىلىك.

**سِيَاسَةُ التَّوَسُّعِ فِي الْإِنْتَاجِ:** ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىش سىياسىتى.

**تَوْسِعَةٌ ج تَوْسِعَاتٌ:** كېڭەيتمەك، كەڭ تۇتماق؛ مۇھلەت.

**تَوْسِعَةُ الْبَيْتِ:** ئۆينى كېڭەيتمەك.

**مَنَحَهُ تَوْسِعَةً لِأَدَاءِ دَيْنِهِ:** ئۇنىڭغا قەرزنى تۆلەش كە مۇھلەت بەردى.

**تَوْسِيعِيٌّ:** كېڭەيمىچىلىك.

**سِيَاسَةٌ إِسْتِعْمَارِيَّةٌ تَوْسِيعِيَّةٌ:** جاھانگىرلىكنىڭ كېڭەيمىچىلىك سىياسىتى.

**اَلتَّوْسِيعِيَّةُ:** كېڭەيمىچىلىك.

**سِيَاسَةُ التَّوَسُّعِ الْإِقْلِيمِيِّ:** رايون خاراكتېرلىك كېڭەيمىچىلىك سىياسىتى.

**تَوَسَّلَ يَتَوَسَّلُ تَوَسُّلاً إِلَى اللّٰهِ بِعَمَلِهِ:** ياخشى ئىش قىلىپ ئاللاھقا يېقىنچىلىق قىلدى، ساۋاپلىق ئىش قىلدى.

**تَوَسَّلَ إِلَيْهِ بِكَذَا:** ۋاسىتە قىلدى، ... بىلەن يېقىنچىلىق قىلدى.

**تَوَسُّلٌ ج تَوَسُّلاَتٌ:** يالۋۇرماق، ئۆتۈنمەك، ئىلتىجا قىلماق، دۇئا قىلماق.

**تَوَسَّمَ يَتَوَسَّمُ تَوَسُّمًا:** بەلگە سىپلىشنى تەلەپ قىلدى؛ ئىنچىكە كۆزەتتى، ئىنچىكە مۇلاھىزە قىلدى.

**تَوَسَّمَ فِيهِ خَيْرًا:** ئۇنىڭدىن ياخشىلىق كۈتتى.

**تَوَشَّجَ يَتَوَشَّجُ تَوَشُّجًا الشَّيْءُ:** گىرەلىشىپ كەتتى، يۆگىشىپ كەتتى.

**تَوَشَّجَتْ عُرُوقُ الشَّجَرَةِ:** دەرەخنىڭ يىلتىزلىرى چىرمىشىپ كەتتى.

**تَوَشَّحَ يَتَوَشَّحُ تَوَشُّحًا بِكَذَا:** ئېسىۋالدى، تاقىۋالدى، ئارتىۋالدى.

**تَوَشَّحَ بِسَيْفِهِ:** قىلىچ ئېسىۋالدى.

**تَوَشْوَشَ يَتَوَشْوَشُ تَوَشْوُشًا الْقَوْمُ:** پىچىرلاشتى، بەك ئىچىدە سۆزلەشتى.

**تَوَصَّبَ يَتَوَصَّبُ تَوَصُّبًا:** ئاغرىپ قالدى.

**تَوَصَّلَ يَتَوَصَّلُ تَوَصُّلاً إِلَى كَذَا:** ھاسىل قىلدى، ئېرىشتى، ئىگە بولدى.

**تَوَصَّلَ الشَّخْصُ إِلَيْهِ:** يېتىپ باردى، يەتتى.

**تَوَصَّلَ إِلَى مَعْرِفَةِ السِّرِّ:** سىرنى تونۇپ يەتتى.

**تَوَصَّلَ إِلَيْهِ:** ئۇنىڭغا يېقىنلاشتى، ئۇنىڭغا يېقىنچىلىق قىلدى.

**تَوَصَّمَ يَتَوَصَّمُ تَوَصُّمًا:** مىجەزى يوق بولۇپ قالدى.

**تَوْصِيَةٌ ج تَوْصِيَاتٌ:** بۇيرۇق، پەرمان، كۆرسەتمە، پەند ــ نەسىھەت.

**تَوْصِيَةٌ بِصُنْعِ شَيْءٍ:** زاكاز قىلماق، (مال) بۇيرۇتماق.

**تَوْصِيَةٌ بِمِيرَاثٍ:** مىراسنى ۋەسىيەت قىلماق، مىراسنى كۆرسەتمەك.

**خِطَابُ تَوْصِيَةٍ:** تونۇشتۇرۇش، تونۇشتۇرۇش خېتى، كۆرسەتمە.

**تَوْصِيلٌ ج تَوْصِيلاَتٌ:** توك ئۆتكۈزۈش قۇرۇلمىسى.

**اَلتَّوْصِيلُ عَلَى التَّوَازِي:** يانداش ئۇلانغان توك يولى.

**اَلتَّوْصِيلُ عَلَى التَّوَالِي:** ئارقىمۇ ئارقا ئۇلانغان توك يولى.

**تَوْصِيلِيَّةٌ:** ئۆتكۈزۈشچانلىق، ئۆتكۈزۈش نىسبىتى، ئۇتاشتۇرغۇچى، بىرىكتۈرگۈچى.

**تَوْصِيمٌ:** مىجەزى يوق بولۇپ قالماق.

**تَوَضَّحَ يَتَوَضَّحُ تَوَضُّحًا الْأَمْرُ:** ئىش ئايدىڭلاشتى، ئىش روشەنلەشتى، ئىش ئېنىق بولدى، ئىش ئاشكارا بولدى.

**تَوَضَّأَ يَتَوَضَّأُ تَوَضُّؤًا:** تاھارەت ئالدى.

«مَنْ تَوَضَّأَ فَأَحْسَنَ الْوُضُوءَ ثُمَّ أَتَى الْجُمُعَةَ فَاسْتَمَعَ وَأَنْصَتَ غُفِرَ لَهُ مَا بَيْنَهُ وَبَيْنَ الْجُمُعَةِ» (حديث): كىمكى تاھارەتنى تولۇق ئېلىپ، ئاندىن كېيىن جۇمەگە كەلسە، خۇتبىنى ئاڭلاپ جىم ئولتۇرسا، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ ئىككى جۈمە ئارىسىدىكى گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلىدۇ.

**تَوْطِئَةٌ ج تَوْطِئَاتٌ:** مۇقەددىمە، كىرىش سۆز؛ تۆۋەنلىمەك، چۈشمەك؛ تەرتىپ، رەت.

**تَوَطَّأَ يَتَوَطَّأُ تَوَطُّأً الشَّيْءُ:** تۈز بولدى، تەكشى بولدى.

**تَوَطَّنَ عَلَى الْأَمْرِ:** مۇۋاپىقلاشتى، قوشۇلدى، ماقۇل بولدى.

**تَوَطَّدَ يَتَوَطَّدُ تَوَطُّدًا الشَّيْءُ:** مۇستەھكەم بولدى،

كۆچەيدى.

**تَوَطَّنَ يَتَوَطَّنُ تَوَطُّنًا الْمَكَانَ:** ماكانلاشتى، ئولتۇراقلاشتى، ماكان تۇتتى.

**تَوَطَّنَتْ نَفْسُهُ عَلَى الشَّيْءِ:** ئادەتلەندى.

**تَوْطِئَةٌ:** مۇقەددىمە، كىرىش سۆز؛ چۈشەنمەك، تۈزۈەنلىمەك؛ تەرتىپ، رەت.

**تَوْطِيدٌ:** مۇستەھكەملىمەك، كۈچەيتمەك، چىڭىتماق، پۇختىلىماق.

**تَوْطِيدُ السِّلْمِ بَيْنَ الدُّوَلِ:** دۆلەتلەر ئارا تىنچلىقنى كۈچەيتمەك.

**تَوَطَّقَ يَتَوَطَّقُ تَوَطُّقًا الشَّخْصُ:** ۋەزىپىگە تەيىنلەندى، ئىشقا قويۇلدى.

**تَوَعُّدِيٌّ:** قورقۇنچلۇق، تەھدىتلىك.

**تَوَعَّدَ يَتَوَعَّدُ تَوَعُّدًا ــ هُ:** قورقۇتتى، تەھدىت سالدى.

**تَوَعُّدٌ:** قورقۇتماق، تەھدىت سالماق.

**تَوَعَّرَ يَتَوَعَّرُ تَوَعُّرًا الْمَكَانُ:** جاي قاتتىق بولدى.

**تَوَعَّرَ فُلَانٌ:** يىرىك بولدى، قوپال بولدى.

**تَوَعَّرَ الْأَمْرُ عَلَى فُلَانٍ:** قىيىن بولدى، تەس بولدى.

**تَوَعَّرَ فِي كَلَامِهِ:** ھودۇقتى، دۇدۇقلىدى.

**تَوَعَّكَ يَتَوَعَّكُ تَوَعُّكًا الشَّخْصُ:** تەپ كېسەللى بولدى، ساقسىز بولۇپ قالدى.

**تَوَعُّكٌ:** ساقسىزلىق، بىمارلىق.

**«تَغَيَّبَ عَنِ الْعَمَلِ لِتَوَعُّكِ مِزَاجِهِ»:** مىجەزى بولمىغانلىقتىن ئىشقا كېلەلمىدى.

**تَوَعَّى يَتَوَعَّى تَوَعِّيًا مِنْهُ:** ساقلاندى، ئېھتىيات قىلدى.

**تَوَغَّرَ يَتَوَغَّرُ تَوَغُّرًا:** غەزەپلەندى، ئاچچىقلاندى.

**تَوَغَّلَ يَتَوَغَّلُ تَوَغُّلًا فِي الْمَكَانِ:** ئىچكىرىلەپ كىردى، يىراقلىشىپ كەتتى.

**تَوَغَّلَ فِي الْعِلْمِ:** ئىلىمدا چوڭقۇرلىدى.

**«تَوَغَّلَ جُنْدِيُّ الْإِسْتِطْلَاعِ بِمُفْرَدِهِ خَلْفَ خُطُوطِ الْعَدُوِّ»:** چارلاش جەڭچىسى ئۆزى يالغۇز دۈشمەننىڭ ئارقا سېپىگە ئىچكىرىلەپ كىردى.

**تَوَفَّرَ يَتَوَفَّرُ تَوَفُّرًا عَلَى الشَّيْءِ:** پۈتۈنلەي بېرىلدى، پۈتۈن ئوي ــ پىكرىنى مەركەزلەشتۈردى.

**تَوَفَّرَ الشَّيْءُ:** تېپىلدى، تولۇق بولدى.

**تَوَفَّرَتْ فِيهِ الصِّفَاتُ:** سۈپەتلەر ئۇنىڭدا تولۇق تېپىلدى.

**تَوَفَّرَتْ أَرْكَانُ الزَّوَاجِ:** نىكاھنىڭ ئاساسلىرى تولۇق ھازىرلاندى.

**تَوَفَّقَ يَتَوَفَّقُ تَوَفُّقًا الشَّخْصُ:** مۇۋەپپەقىيەت قازاندى، ئۇتۇق قازاندى، نەتىجە قازاندى.

**«لَايَتَوَفَّقُ عَبْدٌ حَتَّى يُوَفِّقَهُ اللّٰهُ» «حديث»:** ئاللاھ مۇۋەپپەقىيەت ئاتا قىلمىغىچە بەندە ئۇتۇق قازىنالمايدۇ.

**تَوَفَّى يَتَوَفَّى تَوَفِّيًا حَقَّهُ:** ھەققىنى تولۇق ئالدى.

**تَوَفَّاهُ اللّٰهُ:** ئاللاھ ئۇنى قەبزى روھ قىلدى، ئاللاھ ئۇنىڭ جېنىنى ئالدى.

**«اَللّٰهُ يَتَوَفَّى الْأَنْفُسَ حِينَ مَوْتِهَا» «قرآن»:** ئىنسانلار ئۆلىدىغان چاغلىرىدا، ئاللاھ ئۇلارنىڭ جانلىرىنى ئالىدۇ.

**تُوُفِّيَ:** ۋاپات بولدى، ئۆلدى.

**«تُوُفِّيَ جَمَالٌ وَتَرَكَ زَوْجَةً وَأَرْبَعَةَ أَطْفَالٍ»:** جامال ئايالىنى ۋە تۆت بالىسىنى قالدۇرۇپ ۋاپات بولۇپ كەتتى.

**تَوْفِيرٌ:** ئاشۇرماق، كۆپەيتمەك؛ ئىقتىساد قىلماق؛ تېجىمەك؛ ساقلىماق، ئامانەت قويماق.

**دَفْتَرُ التَّوْفِيرِ:** پۇل ئامانەت كىنىشكىسى.

**صُنْدُوقُ التَّوْفِيرِ:** پۇل ئامانەت بانكىسى.

**تَوْفِيقٌ:** مۇۋەپپەقىيەتلەشتۈرماق، ياراشتۇرماق، ئەپلەشتۈرمەك، كېلىشتۈرمەك.

**لَجْنَةُ التَّوْفِيقِ:** كېلىشىم ھەيئىتى.

**تَوَقَّحَ يَتَوَقَّحُ تَوَقُّحًا الشَّخْصُ:** ھاياسىز بولدى.

**تَوَقَّحَ الشَّيْءُ:** قاتتىق بولدى.

**تَوَقَّدَ يَتَوَقَّدُ تَوَقُّدًا الْمَرْأُ:** كىشى پائالىيەتچان بولدى، چاققان، تېتىك بولدى.

**تَوَقَّدَتِ النَّارُ:** ئوت ياندى.

**تَوَقَّدَ الْكَوْكَبُ:** يۇلتۇز پارلىدى، يۇلتۇز چاقنىدى.

**تَوَقَّدَتِ النَّارُ:** ئوت يېقىلدى.

**تَوَقَّدَ الذِّهْنُ:** ئەقىللىق بولدى، زېرەك بولدى، زېھنى ئۆتكۈر بولدى، پىكرى ئوچۇق بولدى، پىكىر يورىدى.

**تَوَقُّدٌ:** يانماق، يورىماق، پارقىرىماق.

**تَوَقَّعَ يَتَوَقَّعُ تَوَقُّعًا الْأَمْرَ:** ئىشنى كۈتتى، مۆلچەرلىدى، مۆنتەزىر بولدى، كۆزەتتى.

**تَوَقَّفَ يَتَوَقَّفُ تَوَقُّفًا فِي الْمَكَانِ:** توختىدى، تۇرۇپ قالدى.

**تَوَقَّفَ فِي الْأَمْرِ:** ئىككىلەندى، ئارسالدى بولدى.

**تَوَقَّفَ عَنِ الْأَمْرِ:** باش تارتتى.

**تَوَقَّفَ عَنِ الْكِذْبِ:** يالغانچىلىقتىن چەكلەندى.

**تَوَقَّفَ الْأَمْرُ عَلَى كَذَا:** ئىش ئۇنىڭغا باغلىق بولۇپ قالدى.

**«هَذَا يَتَوَقَّفُ عَلَى الظُّرُوفِ»:** بۇ شەرت ـ شارا- ئىتقا باغلىق.

**تَوَقُّفٌ:** تۇرماق، توختىماق.

**مِنَ الْقَاهِرَةِ إِلَى لُنْدُنْ بِدُونِ تَوَقُّفٍ:** قاھىرەدىن لوندونغىچە توختىماستىن.

**«تَوَقَّفَتِ الْمُوَاصَلَاتُ»:** قاتناش توختىدى.

**تَوَقَّلَ يَتَوَقَّلُ تَوَقُّلًا فِي الْجَبَلِ:** تاغقا چىقتى، تاغقا ئۆرلىدى.

**تَوَقَّى يَتَوَقَّى تَوَقِّيًا:** ساقلاندى، ئېھتىيات قىلدى، ھەزەر ئەيلىدى، قورقتى.

**تَوْقِيتٌ:** ۋاقىت بەلگىلىمەك، ۋاقىتنى توختات- ماق.

**اَلتَّوْقِيتُ الْمَحَلِّيُّ:** يەرلىك ۋاقىت.

**تَوْقِيتُ الْعَمَلِ فِي الْإِدَارَةِ مِنَ الثَّامِنَةِ صَبَاحًا إِلَى الثَّانِيَةِ بَعْدَ الظُّهْرِ:** ئىدارىدا ئىش ۋاقتىنى ئەتىگەن سائەت 8 دىن چۈش ۋاقتى 2 گىچە قىلىپ بېكىتمەك.

**تَوْقِيعٌ ج تَوْقِيعَاتٌ وَتَوَاقِيعُ الصَّكِّ:** چەككە ئىمزا قويماق.

**تَوْقِيعُ الْمُعَاهَدَةِ:** كېلىشىمگە ئىمزا قويماق.

**تَوْقِيعِيٌّ:** رىتىم، رىتىملىق، مېلودىيە، ئاھاڭ رىتىمى.

**تَوْقِيقٌ:** توختىتىپ قويماق؛ قانۇن تېكىستى؛ بېغىشتىكى بىلەيزۈك ئىزى.

**تَوَكَّأَ يَتَوَكَّأُ تَوَكُّأً عَلَى الشَّيْءِ:** يۆلەندى، تاياندى.

**«قَالَ هِيَ عَصَايَ أَتَوَكَّأُ عَلَيْهَا» «قرآن»:** مۇسا ئېيتتى: «ئۇ مېنىڭ ھاسام، ئۇنىڭغا تايىنىمەن».

**«لَاتَتَوَكَّؤُا عَلَى الطَّاوِلَةِ»:** ئۈستەلگە يۆلەنمەڭلار.

**تَوَكَّدَ يَتَوَكَّدُ تَوَكُّدًا:** تەكىتلەندى، پۇختىلاندى، چىڭىدى.

**تَوَكَّلَ يَتَوَكَّلُ تَوَكُّلًا فِي الْأَمْرِ:** ۋەكىللىكنى قوبۇل قىلدى، ۋاكالەتنى قوبۇل قىلدى.

**تَوَكَّلَ لَهُ بِكَذَا:** كاپالەت بەردى، ھۆددە قىلدى، كېپىل بولدى.

**«وَعَلَى اللّٰهِ فَلْيَتَوَكَّلِ الْمُؤْمِنُونَ» «قرآن»:** مۆمىنلەر ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلسۇن (يەنى مۆمىنلەر ھەممە ئىشنى ئاللاھقا تاپشۇرسۇن، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ ئەھەدىگە يۆلەنمىسۇن)

**«رَبَّنَا عَلَيْكَ تَوَكَّلْنَا» «قرآن»:** پەرۋەردىگارىمىز ساڭا تەۋەككۇل قىلدۇق.

**تَوَكَّلَ عَلَيْهِ:** ئىشەندى، تاياندى، يۆلەندى؛ ھاۋالە قىلدى، تاپشۇردى.

**تَوَكَّلَ عَلَى اللّٰهِ:** ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلدى، ئاللاھقا بويسۇندى.

**تَوَكُّلٌ:** ئىشەنمەك، تەۋەككۇل قىلماق، يۆلەنمەك، ئېتىقاد قىلماق.

**عَلَى التَّوَكُّلِ:** ئىشىنىپ، تەۋەككۇل قىلىپ.

**تَوْكِيدٌ:** تەكىتلەش، مۇئەييەنلەشتۈرۈش؛ ئەمەلىيلەشتۈرۈش.

**تَوْكِيدُ الْإِتِّفَاقِ:** كېلىشىمنى ئىمزالىماق.

**تَوْكِيلٌ:** ۋاكالەتچىنى بەلگىلىمەك، ۋەكىل تەيىن- لىمەك؛ تاپشۇرماق، ھاۋالە قىلماق.

**تُوَلَةٌ ج تُوَلَاتٌ:** جادۇگەرلىك، سېھىرگەرلىك.

**تَوَلَّجَ يَتَوَلَّجُ تَوَلُّجًا:** داخىل بولدى، قەدەم باستى، كىردى.

**تَوَلَّدَ يَتَوَلَّدُ تَوَلُّدًا مِنَ الشَّيْءِ:** پەيدا بولدى، يۈز بەردى، بارلىققا كەلدى، سادىر بولدى.

«تَوَلَّدَتْ تِلْكَ النَّتِيْجَةُ مِنْ هَذِهِ الْأَسْبَابِ» : بۇ نەتىجە مۇشۇ سەۋەبلەردىن كېلىپ چىقتى.

**تَوَلُّدٌ:** تۇغۇلماق، تەۋەللۇد قىلماق، نەسىل قالدۇرماق.

**تَوَلَّهَ يَتَوَلَّهُ تَوَلُّهًا:** غەم قىلدى، قايغۇردى، ھەسرەت چەكتى، روھى چۈشتى، مەيۇسلەندى، ئۈمىدسىزلەندى ئىشق- مۇھەببەتتىن ھەيرەتتە قالدى.

**تَوَلَّى يَتَوَلَّى تَوَلِّيًا الْأَمْرَ:** ئىشنى باشقۇردى، ئىشنى ئىدارە قىلدى، ئىشنى زىممىسىگە ئالدى.

**تَوَلَّاهُ الْيَأْسُ:** ئۇنى ئۈمىدسىزلىك ئورىۋالدى.

**تَوَلَّى:** يۈز ئۆرۈدى.

**تَوَلَّى عَنْهُ:** ئايرىلدى، يۈز ئۆرۈدى، تەرك ئەتتى؛ ئۆزىنى قاچۇردى.

«وَتَوَلَّى عَنْهُمْ وَقَالَ يَا أَسَفَا عَلَى يُوسُفَ» «قرآن» : ياقۇپ ئۇلاردىن يۈز ئۆرۈپ: «ئېست يۇسۇف!» »دېدى.

**تَوَلَّى الرَّجُلُ هَارِبًا:** قاچتى.

**تَوَلَّى الشَّخْصُ:** ياردەم بەردى.

**تَوَلَّى الْحُكْمَ:** ھاكىم بولدى، ھاكىمىيەتنى قولغا ئالدى.

**تَوْلِيْدٌ:** تۇغدۇرماق، تۇغۇت قوبۇل قىلماق؛ تەربىيىلىمەك، ئۆستۈرمەك (يېگانە ئەدەبىي ئىجادىيەت)

**مُسْتَشْفَى التَّوْلِيْدِ:** تۇغۇتخانا، تۇغۇت دوختۇرخانىسى.

**قِسْمُ التَّوْلِيْدِ وَالْأَمْرَاضِ النِّسَائِيَّةِ:** تۇغۇت ۋە ئاياللار كېسەللىكلىرى بۆلۈمى.

**تَوْلِيْدُ الْكَهْرَبَاءِ:** توك چىقىرىش.

**تَوْلِيْدٌ «فِي اللُّغَةِ» :** يېڭى سۆز ياسىماق.

**مَحَطَّةُ تَوْلِيْدِ الْكَهْرَبَاءِ:** ئېلېكتر ئىستانسىسى.

**تَوْلِيْفَةٌ ج تَوْلِيفَاتٌ:** ئارىلاش مادda، ئەبجەش نەرسە.

**تُونِس:** تۇنىس (دۆلەت نامى، شىمالىي ئافرىقىدا)

**تُونِسِيٌّ:** تۇنىسلىق.

**اَلْجُمْهُورِيَّةُ التُّونِسِيَّةُ:** تۇنىس جۇمھۇرىيىتى.

**تَوَهَانَ:** سەرگەردان بولماق، يولدىن ئېزىپ يۈرمەك، سەرسان بولۇپ يۈرمەك.

**تَوَهَّجَ يَتَوَهَّجُ تَوَهُّجًا النَّهَارُ:** كۈن قىزىپ كەتتى، ئىسسىق قاتتىق بولدى.

**تَوَهَّجَتِ النَّارُ:** ئوت ياندى، كۆيدى، لاۋۇلداپ كۆيدى.

**تَوَهَّرَ يَتَوَهَّرُ تَوَهُّرًا فِي الْكَلَامِ:** تىلى تۇتۇلۇپ قالدى، زۇۋان سۈرەلمىدى.

**تَوَهَّرَ الشِّتَاءُ:** قىشنىڭ تولىسى ئۆتۈپ كەتتى.

**تَوَهَّمَ يَتَوَهَّمُ تَوَهُّمًا الْأَمْرَ:** گۇمان قىلدى، شەكلەندى؛ خىيال قىلدى، ئويلىدى، تەسەۋۋۇر قىلدى.

**تَوَهَّمَ فِي الشَّيْءِ:** خاتا چۈشەندى، يېڭىلىشتى.

**تَوَهَّمَ الْخَيْرَ فِيْهِ:** ئۇنىڭدا ياخشىلىقنى بايقىدى.

**تَوٌّ:** ۋاقىت، چاغ، پەيت، سائەت.

**تَوًّا:** ئۇدۇل، بىۋاستە، توپتوغرا؛ دەرھال، ھازىر، بايا.

**ذَهَبْتُ تَوًّا إِلَى الْمُسْتَشْفَى:** مەن دەرھال دوختۇرخانىغا باردىم.

**جِئْتُ تَوًّا:** مەن باياتىن كەلدىم.

«أَيْنَ الطَّبِيْبُ؟ ذَهَبَ تَوًّا إِلَى الْمُسْتَشْفَى» : دوختۇر قەيەردە ؟ ئۇ ھازىرلا دوختۇرخانىغا كەتتى.

«كَانَ الْمُجْتَمَعُ الْمِصْرِيُّ خَارِجًا لِتَوِّهِ مِنْ حُكْمِ الْمَمَالِيْكِ» : مىسىر جەمئىيىتىنىڭ مەملۇكىيلار ھۆكۈمرانلىقىدىن چىققانلىقىغا ئۇزاق بولمىدى.

«اِنْطَلَقَ إِلَى غَايَتِهِ تَوًّا» : ئۆز غايىسىنى كۆزلەپ ماڭدى.

**تَوَّابٌ:** تەۋبىنى قوبۇل قىلغۇچى ئاللاھنىڭ 99 گۈزەل ئىسىملىرىدىن بىرى.

«فَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ وَاسْتَغْفِرْهُ إِنَّهُ كَانَ تَوَّابًا» «قرآن» : رەببىڭگە تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلىگىن، ئاللاھ ھەقىقەتەن تەۋبىنى بەك قوبۇل قىلغۇچىدۇر.

«إِنَّ اللَّهَ يُحِبُّ التَّوَّابِيْنَ» «قرآن» : ئاللاھ

ھەقىقەتەن توۋا قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ.

**تَوَّاقٌ:** ئىنتىزارلىق بىلەن سېغىنغۇچى، دائىم ئارزۇ قىلغۇچى، بەك مۇشتاق.

**«اَلْمَرْءُ تَوَّاقٌ إِلَى مَالَمْ يَنَلْ»:** كىشى ئېرىشەلمىگەن نەرسىگە تەشنالىق بىلەن ئىنتىلىدۇ.

**تَوَّجَ يُتَوِّجُ تَتْوِيْجًا:** تاج كىيگۈزدى، تەختتە ئولتۇرغۇزدى.

**تَوَّجَ جِهَادَهُ بِالنَّصْرِ:** ئۆزىنىڭ جىھادىغا غەلىبە تاجىنى كىيدۈردى.

**تَوَّهَ يُتَوِّهُ تَتْوِيهًا:** ئازدۇردى، دىلىنى پەرىشان قىلدى، خىيالىنى بۇلغۇەتتى؛ تەڭلىكتە قالدۇردى، تۇيۇق يولغا باشلىدى.

**تُوَيْجُ الزَّهْرَةِ:** گۈل تاجى.

**تِي:** بۇ، مۇنۇ.

**تَيَاسَةٌ:** بولمىغۇر گەپ، ئەخمىقانە سۆز؛ ئەخمەقلىق.

**تَيَامَنَ يَتَيَامَنُ تَيَامُنًا:** ئوڭغا بۇرۇلدى، ئوڭ تەرەپكە ماڭدى.

**تَيَتَّمَ يَتَيَتَّمُ تَيَتُّمًا الصَّبِيُّ:** بالا يېتىم قالدى، بالا يېتىم بولۇپ قالدى.

**تَيْحَانٌ:** ئاقساقال، يېتىم ئاقساقال، ئۆزىگە مۇناسىۋەتسىز ئىشلارغا ئارىلىشىۋالىدىغان ئادەم.

**تَيْسٌ ج تُيُوسٌ وَأَتْيَاسٌ و تِيَسَةٌ:** تېكە.

**تَيْسٌ جَبَلِيٌّ:** تاغ تېكىسى، بۆكەن.

**تَيَسَّرَ يَتَيَسَّرُ تَيَسُّرًا الْأَمْرُ:** ئىش ئاسانلاشتى، ئىش ئوڭاي بولدى.

**تَيَسَّرَ لِلْأَمْرِ:** تەييارلاندى.

**تَيْسَنَةٌ:** جاھىللىق، كاجلىق، تەرسالىق، تەتۈرلۈك.

**تَيْسِيَّةٌ:** جاھىللىق، كاجلىق، تەرسالىق، تەتۈرلۈك.

**تَيَفَّعَ يَتَيَفَّعُ تَيَفُّعًا الْغُلَامُ:** ياش بالا بالاغەتكە يەتتى.

**تَيَقَّظَ يَتَيَقَّظُ تَيَقُّظًا مِنَ النَّوْمِ:** ئويغۇدىن ئويغاندى.

**تَيَقَّظَ الشَّخْصُ:** ئاگاھ بولدى، ھېزى بولدى، دىققەت قىلدى؛ ھوشيار بولدى، ئېھتىياتچان بولدى.

**تَيَقَّنَ يَتَيَقَّنُ تَيَقُّنًا الْأَمْرَ:** ھەقىقى ئىشەندى.

**«تَيَقَّنَ نَجَاحَهَا فِي الْإِمْتِحَانِ»:** ئۇنىڭ ئىمتىھاندا مۇۋەپپەقىيەت قازىنىدىغانلىقىغا جەزم قىلدى.

**«تَيَقَّظَ الشَّابُ مِنْ غَفْلَتِهِ فَعَادَ إِلَى رُشْدِهِ»:** يىگىت غەپلەتتىن ئەس ـ ھوشىنى تاپتى.

**تَيَقَّظَ لِلْخَطَرِ قَبْلَ وُقُوعِهِ:** خەتەرلىك يۈز بېرىشتىن بۇرۇن دىققەت قىلدى.

**تِلْكَ:** بۇ، ئاۋۇ، ماۋۇ، بۇياق (مۇئەننەس بىرلىك كۆرسىتىش ئالماشلىرى)

**تِيْلٌ:** كاناپ رەخت، چىگە رەخت.

**تِيْلَةٌ ج تِيلَاتٌ:** كاناپ رەخت، چىگە رەخت.

**طَوِيْلُ التَّيْلِ:** ئۇزۇن تاللىق.

**تَيْلَةُ الْقُطْنِ:** پاختا تالاسى.

**قُطْنٌ قَصِيْرُ التَّيْلَةِ:** قىسقا تاللىق پاختا.

**تِيْلِيٌّ:** كاناپ، چىگە.

**تَيْمَاءُ:** چۆل ـ جەزىرە، كەڭ دالا.

**تَيَمَّمَ يَتَيَمَّمُ تَيَمُّمًا الْأَمْرَ:** ئويلىدى، خىيال قىلدى، خالىدى.

**تَيَمَّمَ لِلصَّلَاةِ:** تەيەممۇم قىلدى.

**«فَتَيَمَّمُوا صَعِيْدًا طَيِّبًا فَامْسَحُوا بِوُجُوْهِكُمْ وَأَيْدِيْكُمْ» «قۇرئان»:** پاك تۇپراقنى يۈزۈڭلارغا، قولۇڭلارغا سۈرتۈپ تەيەممۇم قىلىڭلار.

**تَيَمَّنَ يَتَيَمَّنُ تَيَمُّنًا بِهِ:** ياخشىلىق ئالامىتى دەپ بىلدى، ياخشىلىقتىن بېشارەت تونۇدى؛ ئوڭدىن باشلىدى.

**تَيَمَّنَ الشَّخْصُ:** يەمەنگە مەنسۇپ بولدى، يەمەنلىك بولدى.

**تَيَمَّنَ بِالشَّيْءِ:** تەبەررۇكەن قىلدى.

**«تَتَيَمَّنُ بِزِيَارَةِ قُبُورِ الْأَوْلِيَاءِ»:** ئەۋلىيالارنىڭ قەبرىلىرىنى زىيارەت قىلىش بىلەن بەرىكەت ئالىدۇ.

**تِيْنٌ:** ئەنجۈر.

**تِيْنَةٌ ج تِيْنَاتٌ:** ئەنجۈر دەرىخى، بىر تۈپ ئەنجۈر.

**تِيْهٌ ج أَتْيَاهٌ وَأَتَاوِيْهُ وَأَتَاوِهَةٌ:** چۆل، باياۋان،

جەزىرە، جاڭگال، قاقاس دالا، ئادەم ئاياغ باسمىغان جاي.

**أَرْضٌ تِيْهَاءُ:** سىرلىق ئوردا، تىلسىمات، ئىزىتقۇ جاي، ئادىشىپ قالىدىغان يول.

**تَيْهَانٌ:** يولدىن ئاداشقۇچى، تېڭىرقاپ قالغۇچى، سەرگەردان، ئازغۇن.

**تَيُوسِيَّةٌ:** جاھىللىق، كاجلىق، تەرسالىق، تەتۈرلۈك، تېكە مىجەزلىك.

**تَيُوعٌ ج تَيُوعَاتٌ:** سۈتلۈك ئوت.

**تَيَّاحٌ:** ئاقساقال (يېتىم ئاقساقال)، ئۆزىگە مۇناسىۋەتسىز ئىشلارغا ئارىلىشىۋالىدىغان ئادەم.

**تَيَّارٌ ج تَيَّارَاتٌ:** ئېقىم؛ ئېقىن؛ تەكەببۇر ئادەم.

**تَيَّارٌ بَحْرِيٌّ:** دېڭىز دولقۇنى.

**تَيَّارُ هَوَاءٍ:** ھاۋا ئېقىمى.

**ضِدُّ التَّيَّارِ:** ئېقىمغا قارشى، تەتۈر ئېقىم.

**«يُغَامِرُ بَعْضُ السَّبَّاحِيْنَ فِي السِّبَاحَةِ ضِدَّ التَّيَّارِ»** : بەزى سۇ ئۈزگۈچىلەر دولقۇنغا قاراپ سۇ ئۈزەمەن دەپ قارامىلىق قىلىدۇ.

**تَيَّارٌ شَدِيْدٌ:** جىددىي ئېقىن.

**«جَاءَ تَيَّارٌ بَارِدٌ فَأَصْبَحَ الْجَوُّ قَارِسًا حَتَّى أَنَّنَا لَمْ نَسْتَطِعْ إِحْتِمَالَهُ»** : سوغۇق ئېقىم كىردى، شۇنىڭ بىلەن ھاۋا بىز چىدىيالمىغىدەك دەرىجىدە سوغۇق بولۇپ كەتتى.

**تَيَّارٌ بَطِيءُ التَّرَدُّدِ:** تۆۋەن چاستوتا.

**تَيَّارٌ مُتَغَيِّرٌ:** تۇراقسىز توك.

**تَيَّارٌ كَهْرَبَائِيٌّ:** توك ئېقىمى.

**«اِنْقِطَاعُ التَّيَّارِ الْكَهْرَبَائِيِّ فِي الصَّيْفِ لَيْسَ بِظَاهِرَةٍ غَرِيبَةٍ»** : يازدا توكنىڭ ئېچىشى (ئۈزۈلۈپ قېلىشى) ئەجەبلىنەرلىك ھادىسە ئەمەس.

**اَلتَّيَّارُ الْإِسْتِوَائِيُّ:** ئېكۋاتور ئېقىمى.

**تَيَّارٌ عَالٍ:** يۇقىرى بېسىملىق توك.

**تَيَّارٌ سَرِيْعُ التَّرَدُّدِ:** يۇقىرى چاستوتا.

**سَارَ مَعَ التَّيَّارِ:** ۋەزىيەتكە قاراپ ئىش تۇتتى، سۇنىڭ ئېقىشىغا قاراپ ئىش قىلدى.

**«يَجْرِي فِي أَدَبِنَا مُنْذُ الْقَرْنِ الْمَاضِي تَيَّارَانِ عَرَبِيٌّ إِسْلَامِيٌّ أَصِيْلٌ وَغَرْبِيٌّ دَخِيلٌ»** : بىزنىڭ ئەدەبىياتىمىزدا ئۆتكەن ئەسىردىن بۇيان يىلتىزى چوڭقۇر ئەرەب ئىسلام ئەدەبىياتى بىلەن غەرب ئەدەبىياتىدىن ئىبارەت ئىككى خىل ئېقىم مەۋجۇت بولۇپ كەلدى.

**تَيَّارَاتٌ مُعَاكَسَةٌ:** تەتۈر ئېقىملار.

**تَيَّانٌ:** ئەنجۈرچى، ئەنجۈر سودىگىرى.

**تَيَّاهٌ:** يولدىن ئاداشقۇچى، تېڭىرقاپ قالغۇچى، سەرگەردان، ئازغۇن.

**تَيِّحَانٌ:** ئاقساقال، يېتىم ئاقساقال، ئۆزىگە مۇناسىۋەتسىز ئىشلارغا ئارىلىشىۋالىدىغان ئادەم.

**تَيَّمَ يُتَيِّمُ تَتْيِيمًا:** ئاشىق - بىقارار بولدى.

**تَيَّهَ يُتَيِّهُ تَتْيِيْهًا:** ئازدۇردى، دىلىنى پەرىشان قىلدى، خىيالىنى بۆلۈۋەتتى؛ تەخلىكىتە قالدۇردى؛ تۇيۇق يولغا باشلىدى.

**تَيَّهَ الشَّيْءَ:** زايا قىلىۋەتتى، بىكار قىلىۋەتتى.

**تَيَّهَ الرَّجُلَ:** ئازدۇردى.

**تَيَّهَ نَفْسَهُ:** ئېسىنى يوقاتتى.

**تَيُّوعٌ:** سۈتلۈك ئوت.

# ث

ث «اَلثَّاءُ» : ئەرەب تىلى ئېلىپبەسىنىڭ تۆتىنچى ھەرپى بولۇپ ، ئەبجەد ھېسابىدا «500» نى بىلدۈرىدۇ.

**ثَابَ يَثُوبُ ثَوْبًا وَثَوَابًا إِلَى اللّٰهِ:** تۇۋا قىلدى ، قايتتى ، ياندى.

**ثَابَ إِلَى الْهُدُوءِ:** تىنچلاندى.

**ثَابَ إِلَيْهِ عَقْلُهُ:** ھوشىنى تاپتى ، ئەقىلگە كەلدى.

**ثَابَ الْحَوْضُ:** كۆل تولدى.

**ثَابَ النَّاسُ:** كىشىلەر يىغىلدى ، توپلاندى.

**ثَابَ الْمَاءُ:** قوشۇلدى ، بىرلىشىپ كەتتى.

**ثَابَ الْمَرِيضُ:** كېسەل ساقايدى.

**ثَابَ الْمَالُ:** مال كۆپەيدى.

**ثَابَتَ يُثَابِتُ مُثَابَتَةً الشَّيْءَ:** تونۇتتى، ئېنىقلىدى.

**ثَابِتٌ م ثَابِتَةٌ ج ثَوَابِتُ :** دائىمىي ، ئىزچىل؛ مۇقىم ، تەۋرەنمەس ، كۆچمەس ، مۇستەھكەم ، تۇراقلىق، ئۆزگەرمەس.

**«كَانَ الْأَقْدَمُونَ يَحْسَبُونَ الْأَرْضَ ثَابِتَةً لَا تَدُورُ» :** قەدىمكىلەر زېمىننى چۆرگىلىمەيدىغان تۇرغۇن گۇمان قىلاتتى.

**«خَفَّ إِلَى الْمَعْرَكَةِ بِقَدَمٍ ثَابِتَةٍ» :** ئۇرۇش مەيدانىغا پۇختا قەدەم بىلەن ئاتلاندى.

**ثَابِتُ الْجَأْشِ:** قەھرىمان ، قورقماس ، باتۇر ، يۈرەكلىك.

**ثَابِتُ الْخُطَى:** قەدەمى ئىزچىل.

**ثَابِتُ الْعَزْمِ:** قەتئىي ، كەسكىن ، ئىرادىلىك.

**ثَابِتُ الْقَدَمِ:** تەۋرەنمەس ، مەيدانى مۇستەھكەم.

**لَوْنٌ ثَابِتٌ:** ئۆڭمەس رەڭ.

**ثَابِتُ الْأَمْوَالِ:** كۆچمەس مۈلۈك.

**ثَابِتُ الْقَلْبِ:** ئىرادىسى كۈچلۈك.

**ثَابِتُ الْغَازِ:** تۇراقلىق گاز مىقدارى.

**أَمْلَاكٌ ثَابِتَةٌ:** كۆچمەس مۈلۈك ، مۇقىم مۈلۈك.

**اَلنُّجُومُ الثَّوَابِتُ:** تۇرغۇن يۇلتۇزلار.

**ثَابَرَ يُثَابِرُ مُثَابَرَةً عَلَى الْأَمْرِ:** دائىملىق قىلدى، داۋاملاشتۇردى.

**«لَا يَجْنِي ثِمَارَ عَمَلِهِ إِلَّا مَنْ يَجِدُّ وَيُثَابِرُ» :** پەقەت تىرىشقان ۋە تىرىشىشىنى ئۈزۈپ قويمىغان ئادەملا ئۆز ئىشىنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىدۇ.

**ثَارَ يَثُورُ ثَوْرًا وَثُؤُورًا وَثَوْرَةً الشَّيْءُ:** قوزغالدى ، ھاياجانلاندى ، تەۋرەندى ، چېچىلدى ، يېيىلدى ، كۆتۈرۈلدى.

**ثَارَ الْغُبَارُ شَدِيدًا :** چاڭ - توزان بەك توزۇپ كەتتى.

**ثَارَ عَلَيْهِ:** قارشى قوزغالدى.

**ثَارَ الْحَرْبُ:** ئۇرۇش پارتلىدى.

**ثَارَ الدُّخَانُ:** ئىس - تۈتەك كۆتۈرۈلدى.

**ثَارَ الْجُنْدُ:** قوشۇن ئىسيان كۆتۈردى ؛ قوزغىلاڭ كۆتۈردى ، توپىلاڭ كۆتۈردى ، مالىمانچىلىق چىقاردى.

**ثَارَ الشَّعْبُ:** خەلق قوزغالدى.

**ثَارَ الْبُرْكَانُ:** يانار تاغ پارتلىدى.

**ثَارَتْ نَفْسُهُ:** كۆڭلى ئېلىشتى ، ياندۇردى ، قۇستى ، قەي قىلدى.

**ثَارَ إِلَيْهِ:** ئۇنىڭغا زەربە بەردى ، ھۇجۇم قىلدى.

**ثَارَتْ ثَائِرَتُهُ:** ئۇنىڭ غەزىپى تاشتى.

**ثَارَ ثَائِرُهُ:** ئۇنىڭ غەزىپى تاشتى.

**«ثَارَ الْمَاءُ مِنْ بَيْنِ الْحِجَارَةِ» :** سۇ تاش

ئارىسىدىن بولىدۇقلاپ چىقتى.

**ثَأْرَةٌ:** ۋاتىلداق ئايال ، ۋات ـ ۋات ئايال.

**ثَأْرَةٌ مِنَ النُّوقِ وَالشَّاءِ:** سۈتلۈك ( تۆگە ياكى قوي ) ، سۈتى كۆپ.

**ثَاعَ يَثُوعُ ثَوْعًا الْمَاءُ:** سۇ ئاقتى.

**ثَاغِمٌ:** ئاق ، ئاپئاق.

**رَأْسٌ ثَاغِمٌ:** ئاق باش.

**ثَاقَلَ يُثَاقِلُ مُثَاقَلَةً:** ئولتۇرۇۋشتى.

**ثَاقَنَ يُثَاقِنُ مُثَاقَنَةً:** ئۆزىنىڭ بىلەن ئايرىلماي بىللە بولدى، ئولتۇرۇۋشتى.

**ثَاقَنَهُ عَلَى الْأَمْرِ:** ياردەم قىلدى.

**ثَاقِبٌ:** ئۆتكۈر ، تېشىپ ئۆتكۈچى ؛ سۈتلۈك ، سۈتى كۆپ.

**رَأْيٌ ثَاقِبٌ:** چوڭقۇر پىكىر.

**ثَاقِبُ الرَّأْيِ:** پىكرى ئۆتكۈر.

**ثَاقِبُ الْفِكْرِ:** زېھنى ئوچۇق.

**حَسَبٌ ثَاقِبٌ:** شۆھرەت ئىگىسى ، شۆھرەتلىك.

**عِلْمٌ ثَاقِبٌ:** شانلىق ، شانلىق ئىلىم.

**ثَاقِبُ النَّظَرِ:** پاراسەتلىك.

**ثَاقِبُ الْبَصَرِ:** يىراقنى كۆرىدىغان.

**ثَاقِبُ الذِّهْنِ:** پىكرى ئوچۇق.

**ثَاقِبٌ مِنَ الْكَوَاكِبِ:** يورۇق يۇلتۇز.

**«وَالسَّمَاءِ وَالطَّارِقِ وَمَا أَدْرَاكَ مَا الطَّارِقُ النَّجْمُ الثَّاقِبُ» «قۇرئان» :** ئاسمان بىلەن تارىق ( يەنى كېچىدە ئاشكارا بولغۇچى يۇلتۇز ) بىلەن قەسەم قىلىمەن ، تارىقنىڭ نېمىلىكىنى بىلەمسەن ؟ ئۇ يورۇق يۇلتۇزدۇر.

**ثَاقَّ يُثَاقِقُ مُثَاقَقَةَ الشَّخْصِ:** قىلىچ تەڭلىدى.

**ثَاقَلَ يُثَاقِلُ مُثَاقَلَةً:** ئەستە ھەزىم بولىدىغان ئائام يېدى ، ئەستە ھەزىم بولىدىغان ئائام بەردى.

**ثَاقِلٌ ج ثَوَاقِلُ:** ئېغىر، قاتتىق.

**مَرَضٌ ثَاقِلٌ:** قاتتىق ئاغرىق.

**ثَاقِلٌ مِنَ الدَّنَانِيرِ:** پۈتۈن ، ساپ.

**ثَاكِلٌ:** بالىسىنى يوقاتقان ئاتا ، بالىسى ئۆلگەن ئاتا ؛ دوستىدىن ئايرىلغان كىشى.

**ثَاكِلَةٌ ج ثَوَاكِلُ:** بالىسىنى يوقاتقان ئانا.

**ثَالَ يَثُولُ ثَوْلًا:** دۆتلەشتى، كالۋالاشتى ، ساراڭلىقى تۇتتى.

**ثَالَ الشَّيْءَ:** تۆكتى.

**ثَالِثٌ:** ئۈچىنچى.

**«إِذْ أَرْسَلْنَا إِلَيْهِمُ اثْنَيْنِ فَكَذَّبُوهُمَا فَعَزَّزْنَا بِثَالِثٍ» «قۇرئان» :** ئەينى زاماندا ئۇلارغا ئىككى پەيغەمبەر ئەۋەتتۇق ، ئۇلار ئۇ ئىككى پەيغەمبەرنى ئىنكار قىلدى ، ئۈچىنچى پەيغەمبەرنى ئەۋەتىش بىلەن ئۇلارغا ياردەم قىلدۇق.

**ثَالِثُ الْإِثْنَيْنِ:** ئىككىنىڭ ئۈچىنچىسى ، ئىككىسىنى ئۈچ قىلغۇچى.

**ثَالِثُ ثَلَاثَةٍ:** ئۈچىنىڭ ئۈچىنچىسى ؛ ئۇلارنىڭ بىرى.

**اَلثَّالِثَ عَشَرَةَ:** ئون ئۈچىنچى.

**اَلْعَالَمُ الثَّالِثُ:** ئۈچىنچى دۇنيا.

**ثَالِثًا:** ئۈچىنچىسىدىن.

**ثَالِمٌ:** كال ، ئىتتىك ئەمەس.

**ثَالُوثٌ:** ئۈچ بىرلىك ، ئۈچىنىڭ بىر گەۋدە بولۇشى، ئۈچ بىرلەشكەن خۇدا( ناسارالار ئېتىقادىدا ).

**ثَامِرٌ:** يېمىشپۇرچاق ؛ مېۋىلىك، ئۇنۇملۇك.

**ثَامِرٌ مِنَ الْحَيَوَانِ:** مېۋىخور ھايۋان.

**ثَامَنَ يُثَامِنُ مُثَامَنَةً فِي السِّلْعَةِ:** باھا تالاشتى.

**ثَامِنٌ:** سەككىزىنچى.

**«وَيَقُولُونَ سَبْعَةٌ وَثَامِنُهُمْ كَلْبُهُمْ» «قۇرئان» :** يەنە بەزىلەر : « ئۇلار يەتتە بولۇپ ، سەككىزىنچىسى ئۇلارنىڭ ئىتىدۇر » دەيدۇ.

**ثَانَوِيٌّ:** ئىككىنچى ، ئىككىنچى دەرىجىلىك ، ئوتتۇرا دەرىجىلىك.

**اَلتَّعْلِيمُ الثَّانَوِيُّ:** ئوتتۇرا مەكتەپ مائارىپى.

**مَدْرَسَةٌ ثَانَوِيَّةٌ:** تولۇق ئوتتۇرا مەكتەپ.

**شَهَادَةٌ ثَانَوِيَّةٌ:** تولۇق ئوتتۇرا مەكتەپ دىپلومى.

**شَهَادَةُ دِرَاسَةِ الثَّانَوِيَّةِ:** تولۇق ئوتتۇرا مەكتەپ دىپلومى.

**ثَانِيًا. ثَانِيَةً:** ئىككىنچىدىن ، يەنە ، قايتا ، يەنە بىر قېتىم.

**ثَانٍ م ثَانِيَةٌ:** ئىككىنچى.

**ثَانِيَةٌ ج ثَوَانٍ:** سېكۇنت.

**ثَانِي عَشَرَ:** ئون ئىككىنچى.

**ثَائِبٌ:** يامغۇرلۇق بوران.

**ثَائِرٌ:** قىساسچى ، ئىنتىقام ئالغۇچى ، ئىنقىلابچى ، قوزغىلاڭچى.

**«خَرَجَ مِنَ الْإِجْتِمَاعِ ثَائِرًا كَالْبُرْكَانِ»** : ئۇ يىغىندىن يانار تاغدەك ئېتىلىپ چىقتى.

**ثَائِرَةٌ ج ثَوَائِرُ:** غەليان ، پاراكەندىچىلىك.

**ثُوَاجُ الْغَنَمِ:** قوينىڭ مەرىشى.

**ثَادَةٌ:** سېمىز ، سېمىزلىك.

**ثُوَاطٌ:** زۇكام.

**ثَئِبَ يَثْأَبُ ثَأَبًا الرَّجُلُ:** ئەسنىدى.

**ثَأْبٌ. ثُؤَبَاءُ:** ئەسنەك ؛ تىنجىق ؛ بۇرۇقتۇرمىلىق، دىمىق.

**ثَأْثَأَ يُثَأْثِأُ ثَأْثَأَةً الشَّخْصُ:** پىسە بولدى؛

«ص، س» ھەرپلىرىنى «ث» تەلەپپۇز قىلدى.

«ض، ز» ھەرپلىرىنى «ذ» ھەرپى بىلەن تەلەپپۇز قىلدى.

**ثَأْثَأَ النَّارَ:** ئوتنى ئۆچۈردى.

**ثَأْثَأَ الْغَضَبَ:** ئاچچىقىنى باستى.

**ثَأْثَأَهُ عَنِ الْأَمْرِ:** ئاربلاشتى ( ئىشقا ) ، توستى ، توختىتىپ قويدى.

**ثَأْثَأَ الشَّيْءَ:** يوّتكىدى ، نېرى قىلدى ؛ يوقاتتى.

**ثَأْثَأَ الْجِمَالَ:** تۆگىلەرنى سۇغاردى.

**ثَأْثَأَ الْغَضَبُ:** غەزىپى تىنچلاندى ، بېسىقتى.

**ثَأَجَ يَثْأَجُ ثَأَجًا الْغَنَمُ:** قوي مەرىدى.

**ثَئِدَ يَثْأَدُ ثَأْدًا النَّبْتُ:** شەبنەم چۈشتى ؛ ھۆل بولدى.

**ثَئِدَ الرَّجُلُ:** كىشى توڭدى ، مۇزلىدى.

**ثَئِدَتِ الْمَرْأَةُ:** ئايال دۆتلەشتى ، كالۋالاشتى.

**ثَئِدَتِ الْفَخْذُ:** يوتىسى سەمرىپ تولۇپ كەتتى.

**ثَأْدٌ. ثَأَدٌ:** پىيىمشىقاق توپا ، سىغىز توپا ؛ شەبنەم ؛ سەت ئىش.

**مَكَانٌ ثَأْدٌ:** زەي يەر ، نەم يەر.

**رَجُلٌ ثَئِدٌ:** توڭغاق ئادەم.

**ثَأْدَاءُ:** چۆرە ، دېدەك ؛ ئاجىز ؛ ئەخمەق ؛ گالۋاڭ ، دۆت.

**ثَأْدَةٌ:** سېمىز ئايال.

**ثَأَرَ يَثْأَرُ ثَأْرًا الْقَتِيلَ أَوْ بِهِ:** قىساس ئالدى ، ئىنتىقام ئالدى.

**«ثَأَرَ لِنَفْسِهِ مِنَ الْعَدُوِّ»** : ئۆزى ئۈچۈن دۈشمەندىن ئۆچ ئالدى.

**ثَأَرَ الْقَاتِلَ:** قاتىلدىن ئۆچ ئالدى ، قىساس ئالدى.

**ثَأْرٌ ج ثَأَرَاتٌ:** قىساس ، ئىنتىقام ؛ خۇن تەلەپ قىلماق.

**أَخَذَ بِثَأْرِهِ:** ئۆچىنى ئالدى ، ئىنتىقامىنى ئالدى.

**هُوَ ثَأْرُ فُلَانٍ:** ئۇ پالانىنىڭ رەقىبى.

**أَخَذَ مِنْهُ الثَّأْرَ:** ئۇنىڭدىن ئىنتىقام ئالدى.

**«طَالِبُ الثَّأْرِ لَايَبْقَى عَلَى شَيْءٍ حَتَّى يُدْرِكَ ثَأْرَهُ»** : ئۆچ ئالغۇچى ئۆچىنى ئالمىغۇچە توختىمايدۇ.

**ثُؤْرَةٌ:** قىساس ، ئىنتىقام ، ئۆچ ئېلىش.

**ثَأْرِيٌّ:** قىساسچى ؛ قىساسچىلىق.

**ثَئِطَ يَثْأَطُ ثَأَطًا اللَّحْمُ:** گۆش سېسىپ قالدى ، پۇراپ قالدى ، بۇزۇلۇپ قالدى.

**ثَئِطَ الرَّجُلُ:** زۇكام بولۇپ قالدى.

**ثَأْطَاءُ:** ئەخمەق ئايال.

**ثَأْطَةٌ:** سېسىق پاتقاق ، قارا لاي.

**ثَأْطَةٌ مُدَّتْ بِمَاءٍ:** ئوت ئۈستىگە ياغ چاچماق ، ئېچىشقان يەرگە تۇز سەپمەك.

**ثَأَلَ يَثْأَلُ ثَأْلَلَةً الْمَرَضُ:** كېسەل تېرىسىگە

مۇدۇر چىقتى.

**ثُؤْلِلَ جَسَدُهُ:** بەدىنىگە سۆگەل چىقىپ قالدى.

**ثُؤْلُولٌ ج ثَآلِيلُ:** سۆگەل؛ مۇدۇر؛ ئەمچەك تۇپچىسى.

**ثُؤْلُولَةٌ:** مۇدۇر؛ قاپارتقۇ؛ ئەمچەك تۇپچىسى.

**ثَأَى يَثْأَى ثَأْيًا الشَّيْءَ:** بۇزۇپ قويدى.

**ثَأَى بَيْنَ الْقَوْمِ:** ئىغۋاگەرچىلىك قىلدى.

**ثَأَى الْجِلْدَ:** تېرىنى تەشتى، تۆشۈك ئاچتى؛ تىلدى، كەستى، ياردى.

**ثَأَّهُ:** ئاجىزلاشتۇردى.

**ثَأْيٌ:** تاتۇق، پۇچۇق ( قاچا ـ قۇچىنىڭ )؛ ئاجىز.

**ثَبِيدٌ:** توختاق ئادەم.

**ثَبَاتٌ:** مۇستەھكەملىك، قەتئىيلىك، تەۋرەنمەسلىك، تۇراقلىق، مۇقىم، پۇختا، ئەبەدىي، چىڭ تۇرماق، داۋاملاشتۇرماق؛ چىداملىق.

**«يَعْمَلُ الْحُكُومَةُ عَلَى ثَبَاتِ الْأَسْعَارِ»:** ھۆكۈمەت باھانى مۇقىملاشتۇرۇشقا ھەرىكەت قىلماقتا.

**ثُبَاتٌ:** باتۇر چەۋەنداز.

**دَاءٌ ثُبَاتٌ:** كېشىنى مىدىر ـ سىدىر قىلدۇرمايدىغان كېسەل.

**ثُبَاتٌ ج أَثْبِتَةٌ:** باغ، تۆشلۈك.

**ثِبَانٌ ج ثُبْنٌ و ثُبْنَةٌ:** يانچۇق، خالتا، قاپ.

**ثَبَّ يَثُبُّ ثَبًّا وثِبَابًا:** مۇستەھكەم ئولتۇردى.

**ثَبَّ الْأَمْرُ:** تۈگىدى، تامام بولدى، پۈتتى.

**ثَبَّى يُثَبِّي تَثْبِيَةً الشَّيْءَ:** توپلىدى، يىغدى، دۆۋىلىدى.

**ثَبَّى الْجَيْشَ:** قوشۇن تەشكىللىدى.

**ثَبَّى الْمَالَ:** مالنى ساقلىدى، كۆپەيتتى.

**ثَبَّاهُ:** مەدھىيىلىدى، ئۇلۇغلىدى.

**ثَبَّا اللّٰهُ لَهُ النِّعَمَ:** ئاللاھ ئۇنىڭغا ئىنئام قىلدى، ئۇنىڭغا نېمەت ئاتا قىلدى.

**ثَبَّى عَلَى الْأَمْرِ:** ئىزچىل بولدى.

**ثَبَّى فُلَانٌ:** دادىسىنىڭ ئىزىدا ماڭدى.

**ثَبَّتَ يُثَبِّتُ تَثْبِيتًا الْمُوَظَّفَ:** خىزمەتچىنى مۇقىملاشتۇردى، تۇراقلاشتۇردى.

**ثَبَّتَ فِي وَجْهِهِ:** چىڭ تۇردى؛ كۈچەيتتى؛ ئىسپاتلىدى، ئېنىقلىدى، دەلىللىدى.

**ثَبَّتَ الْأَسْعَارَ:** باھانى تۇراقلاشتۇردى.

**ثَبَّتَ قِيمَةَ الْعُمْلَةِ:** پۇلنىڭ قىممىتىنى مۇقىملاشتۇردى.

**ثَبَّتَ الشَّيْءَ :** تەۋرەنمەس قىلدى.

**ثَبَّتَ الْمِنْضَدَةَ:** ئۈستەلنى مىدىرلىماس قىلدى.

**ثَبَّتَ الشَّخْصَ:** ئىرادىلىك قىلدى.

**ثَبَّتَ الذَّنْبَ عَلَى فُلَانٍ:** جىنايەتنى ئارتتى، جىنايەتنى ئىسپاتلىدى.

**ثَبَّتَ الذَّاتِيَّةَ أَوِ الشَّخْصِيَّةَ:** سالاھىيىتىنى ئېنىقلىدى.

**ثَبَّتَ السُّرْعَةَ:** تېزلىكنى تۇراقلاشتۇردى، سۈرئەتنى تىزگىنلىدى.

**«يُثَبِّتُ اللّٰهُ الَّذِينَ آمَنُوا بِالْقَوْلِ الثَّابِتِ»:** ئاللاھ مۆمىنلەرنى مۇستەھكەم ئىمانىدا مەھكەم تۇرغۇزىدۇ.

**ثَبَّتَ قَلْبَهُ:** قەلبىنى تىنچلاندۇردى، خاتىرجەم قىلدى.

**ثَبَّجَ يُثَبِّجُ تَثْبِيجًا الْخَطَّ:** خەتنى قالايمىقان يازدى، قول ئۇچىدا يازدى.

**ثَبَّجَ الْكَلَامَ:** قالايمىقان سۆزلىدى، ئېگىز ـ پەس سۆزلىدى.

**ثَبَّطَ يُثَبِّطُ تَثْبِيطًا ـ هُ عَنِ الْأَمْرِ:** ئىشتىن توستى، توسقۇنلۇق قىلدى، چەكلىدى.

**ثَبَّطَ عَزْمَهُ أَوْ هِمَّتَهُ:** ئىرادىسىنى بوشاشتۇرۇۋەتتى.

**«وَلٰكِنْ كَرِهَ اللّٰهُ انْبِعَاثَهُمْ فَثَبَّطَهُمْ» «قرآن»:** لېكىن ئاللاھ ئۇلارنىڭ چىقىشىنى ياقتۇرمىدى، ( ئۇلارنىڭ دىللىرىغا ھورۇنلۇقنى سېلىپ ) ئۇلارنىڭ ئىرادىسىنى سۇندۇردى.

**ثَبَّطَ عَنْ سَعْيِهِ:** تىرىشچانلىقىغا توسقۇنلۇق قىلدى، دەخلى قىلدى.

**«يَمُرُّ الْعَالَمُ الْعَرَبِيُّ بِظُرُوفٍ تُثَبِّطُ الْهِمَمَ»:** ئەرەب دۇنياسى ئىرادىنى بوشاشتۇرىدىغان ۋەزىيەتنى بېشىدىن كەچۈرمەكتە.

**ثَبَتَ يَثْبُتُ ثَبَاتًا وَ ثُبُوتًا الشَّخْصُ:** مەزمۇت

جَامِعُ الْكَلِمِ: مەشھۇر سۆز ، ھېكمەتلىك سۆز (ئۆزى ئىخچام ، مەنىسى چوڭقۇر سۆز).

كَلَامٌ جَامِعٌ: لەۋزى قىسقا ، مەنىسى كۆپ سۆز.

اَلْيَوْمُ الْجَامِعُ : جۈمە كۈنى.

جَامِعٌ جـ جَوَامِعُ : چوڭ مەسچىت ، جامە.

جَامِعُ الْأَزْهَرِ: ئەزھەر جامەسى، ئەزھەر مەسچىتى.

«أُوتِيتُ جَوَامِعَ الْكَلِمِ» (حديث) : مېنىڭ سۆزلىرىمنىڭ لەۋزى ئىخچام ، مەزمۇنى مولدۇر.

اَلْجَامِعُ : ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بىرى بولۇپ ، قىيامەت كۈنى ئىنسانلارنى توپلىغۇچى دېگەن مەنىدە.

جَامِعَةٌ جـ جَامِعَاتٌ : ئۇنىۋېرسىتېت؛ ئىتتىپاق، ئۇيۇشما ؛ مۇناسىۋەت ، ئالاقە ؛ تاقاق.

اَلْجَامِعَةُ الْأَزْهَرِيَّةُ : ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتى.

جَامِعَةُ الدُّوَلِ الْعَرَبِيَّةِ : ئەرەب دۆلەتلىرى ئىتتىپاقى.

جَامِعَةُ الْأُمَمِ : خەلقئارا ئىتتىپاق.

قِدْرٌ جَامِعٌ : داش قازان.

كَلِمَةٌ جَامِعَةٌ : مەنىسى كۆپ سۆز.

«يُعَدُّ الْأَزْهَرُ مِنْ أَقْدَمِ الْجَامِعَاتِ فِي الْعَالَمِ» : ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتى دۇنيادىكى ئەڭ قەدىمكى ئۇنىۋېرسىتېتلاردىن ھېسابلىنىدۇ.

تَعْلِيمٌ جَامِعِيٌّ : ئالىي مائارىپ.

شَهَادَةٌ جَامِعِيَّةٌ : ئالىي مەكتەپ دىپلومى.

جَامِكِيَّةٌ جـ جَامِكِيَّاتٌ : مائاش.

جَامَلَ يُجَامِلُ مُجَامَلَةً : خۇش مۇئامىلە قىلدى ، چىرايلىق مۇئامىلە قىلدى ، ئىللىق مۇئامىلىدە بولدى.

«مِنْ مَكَارِمِ الْأَخْلَاقِ أَنْ تُجَامِلَ النَّاسَ وَتُعَامِلَهُمْ مُعَامَلَةَ احْتِرَامٍ» : كىشىلەر بىلەن ياخشى مۇناسىۋەتتە بولۇشۇڭ ۋە ئۇلارنى ھۆرمەتلىشىڭ گۈزەل ئەخلاق جۈملىسىدىندۇر.

جَامِلٌ : تۆگە پادىسى، چوڭ قەبىلە؛ تۆگىچى.

جَامُوسٌ جـ جَوَامِيسُ: جَامُوسَةٌ جـ جَامُوسَاتٌ: سۇ كالىسى.

جَامُوسُ الْبَحْرِ : بېگېموت.

جَانَ يَجُونُ جَوْنًا وَ جُونَةَ الشَّيْءُ: قارايدى.

جَانَبَ يُجَانِبُ مُجَانَبَةً : قاتارىدا ماڭدى ، يېنىدا ماڭدى ، رەتتە تۇردى ، قاتاردا تۇردى ؛ ئۆزىنى قاچۇردى ، ساقلاندى ، ئۆزىنى چەتكە ئالدى.

جَانَبَهُ : ئۇنىڭدىن يىراق بولدى ؛ ئۇنى يىراقلاشتۇردى.

جَانِبٌ جـ جَوَانِبُ : تەرەپ، يان ، يان تەرەپ ، قىرغاق، بەل ، بىقىن ؛ چەت ياقا.

دَرَسَ الْمَوْضُوعَ مِنْ جَوَانِبِهِ الْمُخْتَلِفَةِ الْفِكْرِيَّةِ وَالسِّيَاسِيَّةِ: ماۋزۇنى ئوخشاش بولمىغان ئىدىيىۋى – سىياسىي جەھەتلەردىن تەتقىق قىلدى.

سَهْلُ الْجَانِبِ : ئىستائەتچان ، مۇلايىم ، سىلىق ؛ قولىقى يۇمشاق.

مَرْهُوبُ الْجَانِبِ : سۈرلۈك.

اِلْتَزَمَ جَانِبَ الْحِيَادِ : بىتەرەپلىكنى ساقلىدى.

اِلْتَزَمَ جَانِبَ الصَّمْتِ : سۈكۈت قىلدى.

جَانِبٌ عَظِيمٌ: ئىنتايىن كۆپ ، كۆپ مىقداردا.

وَقَفَ إِلَى جَانِبِهِ : قوللىدى ، قوۋۋەتلىدى ، ئۇنىڭ بىلەن بىر تەرەپتە تۇردى.

رَقِيقُ الْجَانِبِ . لَيِّنُ الْجَانِبِ : سىلىق ، خۇشخۇي ، مۇلايىم ، يۇمشاق ، نازاكەتلىك ، ئىللىق ، مۆتىدىل.

مُتَعَدِّدُ الْجَوَانِبِ : كۆپ ياقلىق ، كۆپ تەرەپلىمىلىك ، كۆپ قىرلىق.

جَانِبِيٌّ : يان تەرەپ ، قوشۇمچە.

جَانِبِيَّةٌ : قوشۇمچە.

قَامَ وَزِيرُ الْخَارِجِيَّةِ بِاتِّصَالَاتٍ جَانِبِيَّةٍ خِلَالَ زِيَارَتِهِ لِلْأُمَمِ الْمُتَّحِدَةِ : تاشقى ئىشلار مىنىستىرى بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتىنى زىيارەت قىلىش جەريانىدا قوشۇمچە ئۇچرىشىشلارنى ئېلىپ باردى.

جَانِحٌ جـ جَوَانِحُ : يان ، يان تەرەپ ؛ قانات.

جَانِحَةٌ جـ جَوَانِحُ : بىقىن ؛ قوۋۇرغا.

بَيْنَ جَوَانِحِهِ : كۆكسىدە ، قەلبىدە.

**جَانَسَ يُجَانِسُ مُجَانَسَةً** : ئوخشاپ قالدى.

**جَانَقَ يُجَانِقُ مُجَانَقَةً الْقَوْمَ** : يىراقلاشتى ، ئۆزىنى تارتتى.

**جَانٌّ ج جِنَّانٌ** : جىن ، ئالۋاستى.

**«لَمْ يَطْمِثْهُنَّ إِنْسٌ قَبْلَهُمْ وَلاَ جَانٌّ» «قرآن»** : ئەرلىرىدىن بۇرۇن ئۇلار بىلەن ھېچ ئىنسان ۋە جىن يېقىنچىلىق قىلمىغان خوتۇنلار بار.

**جَانَى يُجَانِي مُجَانَاةً عَلَيْهِ** : ئۇنىڭغا قارا چاپلاپ تۆھمەت قىلدى ، جىنايەت ئارتتى.

**جَانٍ ج جُنَاةٌ** : جىنايەتچى ، گۇناھكار ؛ يىغقۇچى ، ئورىغۇچى ، ھوسۇل ئالغۇچى ، توپلىغۇچى.

**جَاهٌ** : ئابروي ، يۈز ، شەرەپ ، مەرتىۋە ، مەنسەپ، نوپۇز.

**كَانَ ذَا ثَرْوَةٍ وَجَاهٍ**: ئۇ باي ۋە نوپۇزلۇق ئىدى.

**عَرِيْضُ الْجَاهِ** : چوڭ ئەمەلدار ، يۇقىرى نوپۇزلۇق.

**جَاهَدَ يُجَاهِدُ مُجَاهَدَةً** : تىرىشتى ، تىرىشچانلىق كۆرسەتتى؛ كۈرەش قىلدى، جەڭ قىلدى، ئۇرۇش قىلدى.

**«نَحْنُ الْيَوْمَ نُجَاهِدُ لِنَشْرِ الْمَعْرِفَةِ»** : بۈگۈنكى كۈندە بىز ئىلىم - مەرىپەت تارقىتىش ئۈچۈن تىرىشىۋاتىمىز.

**جَاهَرَ يُجَاهِرُ مُجَاهَرَةً وَجِهَارًا ـ هُ بِالأَمْرِ:** ئاشكارىلىدى ، ئىزهار قىلدى ، ئىپادە بىلدۈردى ، كۆرسەتتى ، ئوچۇق ـ ئاشكارا ئىش قىلدى.

**جَاهَرَ بِالْقِرَاءَةِ** : ئۈنلۈك ئوقۇدى.

**جَاهَرَهُ بِالْعَدَاوَةِ** : دۈشمەنلىكنى بىلدۈردى.

**جَاهَرَ بِالْحَقِيْقَةِ** : ھەقىقەتنى ئاشكارىلىدى.

**جَاهِزٌ** : تەييار.

**مَلاَبِسُ جَاهِزَةٌ** : تەييار كىيىملەر.

**«شَاعَ فِي عَصْرِنَا شِرَاءُ الْمَلاَبِسِ الْجَاهِزَةِ وَالْمَسَاكِنِ الْجَاهِزَةِ»** : دەۋرىمىزدە تەييار كىيىم ۋە تەييار ئۆيلەرنى سېتىۋېلىش ئومۇملاشتى.

**جَاهَضَ يُجَاهِضُ مُجَاهَضَةً وَجِهَاضًا عَنِ الشَّيْءِ:** چەكلىدى ، توستى.

**جَاهَلَ يُجَاهِلُ مُجَاهَلَةً** : سەل قارىدى ، سەل چاغلىدى ؛ بىلمەس بولۇۋالدى ، بىلمەسلىككە سالدى.

**جَاهِلٌ ج جُهَّلٌ وجُهَّالٌ وجُهَلاَءُ وَجُهْلٌ و جَهَلَةٌ:** نادان ، بىلىمسىز ، ساۋاتسىز ، جاھىل.

**جَاهِلِيٌّ** : جاھىلىيەت دەۋرى ، ( ئىسلامدىن بۇرۇنقى دەۋر. )

**اَلْجَاهِلِيَّةُ** : نادانلىق ھالەت ، ئەرەب تارىخىدا ئىسلام دىنى مەيدانغا كېلىشتىن بۇرۇنقى چاغ.

**اَلشِّعْرُ الْجَاهِلِيُّ**: ئىسلام دىنى مەيدانغا كېلىشتىن بۇرۇنقى شېئىر ، جاھىلىيەت دەۋردىكى شېئىر.

**جَاهِمٌ** : قاپىقى تۈرۈك.

**جَاوَبَ يُجَاوِبُ مُجَاوَبَةً و جَوَابًا**: جاۋاب قايتۇردى ، جاۋاب بېرىشتى ، سۆز قايتۇرۇشتى.

**جَاوَرَ يُجَاوِرُ مُجَاوَرَةً**: قوشنا بولدى ، ئارىلىشىپ تۇردى.

**جَاوَرَ رَبَّهُ** : ۋاپات بولدى ، ئالەمدىن ئۆتتى.

**جَاوَرَتِ الدَّوْلَتَانِ**: ئىككى دۆلەت قوشنا بولدى.

**جَاوَرَ الْمَسْجِدَ**: مەسچىتتە ئېتىكاپتا ئولتۇردى ، تەقۋادارلىق قىلدى.

**جَاوَرَ فِي الأَزْهَرِ الشَّرِيفِ**: ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىدا ئىستىقامەت قىلدى.

**جَاوِرٌ ج جَوَارِيْرُ** : شوتا ؛ پەلەمپەي ؛ تارتما.

**جَاوَزَ يُجَاوِزُ مُجَاوَزَةً الْمَكَانَ**: مەلۇم بىر جايدىن ئۆتۈپ كەتتى ، ئېشىپ كەتتى ، ھالقىپ كەتتى.

**«كُلُّ سِرٍّ جَاوَزَ الاِثْنَيْنِ شَاعَ» «مَثَلٌ»** : ھەرقانداق سىرنى ئىككىدىن ئارتۇق ئادەم بىلىپ قالسا ، ئاشكارا بولۇپ كېتىدۇ.

**جَاوَزَ الْخَمْرَ** : ھاراقنى تاشلىدى.

**جَاوَزَ عَنِ الذَّنْبِ**: گۇناھىدىن ئۆتتى، كەچۈردى ، كەڭچىلىك قىلدى.

**«جَاوَزَتِ السَّاعَةُ الْوَاحِدَةَ بَعْدَ مُنْتَصِفِ اللَّيلِ»** : يېرىم كېچىدىن كېيىن سائەت بىردىن ئۆتتى.

**جَاوَلَ يُجَاوِلُ مُجَاوَلَةً**: قوغلىدى ، سۈردى.

جَايَضَ يُجَايِضُ مُجَايَضَةً: كۆز - كۆز قىلدى، پەخىرلەندى.

جَايِيٌّ : كەلگۈچى ، كەلتۈرگۈچى.

جَائِبَةٌ ج جَوَائِبُ : ئاخبارات ؛ يېڭى خەۋەر ، قىزىق خەۋەر ؛ غەلىتە گەپ ، ئاجايىپ ۋەقە.

جَائِحَةٌ ج جَائِحَاتٌ وجَوَائِحُ : ئاپەت ، بالا، ھادىسە ، بالا - قازا ، پالاكەت ، بەختسىزلىك.

سَنَةٌ جَائِحَةٌ : قۇرغاقچىلىق يىلى ، قەھەتچىلىك يىلى ؛ يۇقۇملۇق كېسەل ؛ مۇسىبەت.

جَائِرٌ ج جَوَرَةٌ وجُورَةٌ وَجَارَةٌ : زالىم، زومىگەر، ئەزگۈچى ، مۇستەبىت ، ئادالەتسىز.

حَرْبٌ جَائِرَةٌ : ئادالەتسىز ئۇرۇش.

جَائِزٌ: رۇخسەت قىلىنغان ، يول قويۇلغان ؛ دۇرۇس ، جائىز ؛ يولۇچى ، ئۆتكۈنچى، ئىپتىمال.

غَيْرُجَائِزٍ: دۇرۇس ئەمەس ، رۇخسەت قىلىنمايدىغان.

جَائِزَةٌ ج جَوَائِزُ : مۇكاپات.

مُنِحَ هَذَاالأَدِيبُ جَائِزَةَالدَّولَةِالتَّقْدِيرِيَّةِ: بۇ ئەدىبكە دۆلەتنىڭ تەقدىرلەش مۇكاپاتى بېرىلدى.

جَائِشٌ : ئۇرغۇپ تۇرغۇچى ، جۇش ئۇرۇپ تۇرغۇچى ، قاتتىق ھاياجانلانغۇچى.

جَائِعٌ وجَوْعَانٌ م جَائِعَةٌ وجَوْعَى ج جِيَاعٌ وجُوَّعٌ: قورسىقى ئاچ ، ئېچىرقاپ كەتكەن.

جَاءٍ : كەلگۈچى ؛ كەلتۈرگۈچى.

جَأَقَ يُجَاِقُ تَجْئِيقًا : چۆچۈتسۈەتتى، قورقۇتىۋەتتى.

جَأَبَ يَجْئَبُ جَأْبًا : ( مالغا ) ئېرىشتى.

جَأْبٌ : ئۇخرى؛ ( سېرىق ياكى قىزىل رەڭلىك مىنېرال بوياق) يولۋاس، قۇلان.

جَأْبَةُ الْبَطْنِ: كىندىك.

جَأَثَ يَجْئَثُ جَأْثًا : ئاستا ماڭدى ، ئالدىرىماي ماڭدى ؛ خەۋەر تارقاتتى.

جَئِثَ يَجْئَثُ جَأَثًا : ئېغىر يۈكنى كۆتۈردى.

جَأْجَأَ بِجَاجِأْجَأَةً بِالإِبِلِ: تۆگىنى سۇغاردى.

جُؤْجُؤُ السَّفِينَةِ ج جَآجِئُ: كېمىنىڭ باش تەرىپى، كېمىنىڭ تۇمشۇقى.

جُؤْذَرٌ ج جَآذِرُ : ياۋا كالا موزىيى.

جَأَرَ يَجْأَرُ جَأْرًا وجُؤُرًا وجُؤَارًا : ئۆنلۈك دۇئا قىلدى، ۋارقىرىدى ، مۆرىدى.

جَأَرَ الثَّوْرُ: ئۆكۈز بۆرقىرىدى.

جَأَرَ إِلَى اللّهِ : ئاللاھقا ئىلتىجا قىلدى ، ئۈنلۈك دۇئا قىلدى.

جَأْرٌ. جُؤَارٌ : ۋارقىرىماق ، تووۋلىماق ، چاقىرماق.

جَأَشَ يَجْأَشُ جَأْشًا: پاراكەندە بولدى ، بىئارام بولدى، قايغۇدىن تېپىرلاپ يۈرىكى سىيلىپ كەتتى ، دەككە - دۈككىدە بولدى.

جَأْشٌ ج جُؤُوشٌ : كۆكرەك ، كۆكسى - قارنى ؛ تەبىئىتى.

رَابِطُ الْجَأْشِ : كۆڭلى تىنچ ، خاتىرجەم ؛ يۈرەكلىك، سۇباتلىق.

جُؤْشُوشٌ ج جَآشِيشُ: كۆكرەك ، يۈرەك ، مەيدە ، كۆكسى.

جَأَفَ يَجْأَفُ جَأْفًا : يىقىتتى ، ئۆرۈۋەتتى ؛ چۆچۈتۈۋەتتى.

جَأَفَ الشَّجَرَةَ : دەرەخنى قومۇرۇۋەتتى ، دەرەخنى ئۆرۈۋەتتى.

جُؤْوَةٌ : قوڭۇر رەڭ ؛ توق قىزىل رەڭ.

جَبَا يَجْبُو جَبًا وجَبْوًا وجَبْيًا وجَبْوَةً وجَبَاوَةً: (مالنى ) يىغدى ، توپلىدى.

جَبَأَ يَجْبَأُ جَبْأً وجُبُوءًا : تارايدى ، قىسقاردى ؛ توخۇ يۈرەكلىك قىلدى.

جَبَأٌ : قىزىل قارىغاي.

جُبَّأٌ. جُبَّأَةٌ: قورقۇنچاقلىق ، توخۇ يۈرەكلىك.

جَبَابٌ. جُبَابٌ : قاتتىق ، قەھەتچىلىك ، ئاچارچىلىق.

جُبَارٌ : بىكار ؛ گۇناھسىز.

ذَهَبَ دَمُهُ جُبَارًا : ئۆلۈمنىڭ قېنى بىكار ئاقتى.

جِبَارَةٌ : سۇنۇقنى تاڭماق ؛ سۇنۇق تېڭىش تېخنىكىسى ، تېڭىق تاختىسى.

جَبَانٌ ج جُبَنَاءُ م جَبَانَةٌ وجَبَانٌ ج جَبَانَاتٌ : قورقۇنچاق ، توخۇ يۈرەك.

**جَبَانَةٌ** : قورقۇنچاقلىق ، توخۇ يۈرەكلىك.

**جِبَايَةُ الْأَمْوَالِ**: باج يىغىش ، باج ئېلىش.

**جَبَّ يَجُبُّ جَبًّا** : كەستى ، ئۈزدى، ئۈزۈۋەتتى ، كېسىۋەتتى ؛ پىچىۋەتتى ، ئاختا قىلدى ؛ يوقۇقا چىقاردى.

**جَبَّ الرَّجُلَ** : پىچىۋەتتى ، ئاختا قىلىۋەتتى.

**«إِنَّ الْإِسْلَامَ يَجُبُّ مَاقَبْلَهُ» ‹حَدِيثٌ›** : ئىسلام دىنى ئۇنىڭدىن ئىلگىرىكى ئىشلارنى يوققا چىقىرىدۇ.

**جَبَّ يَجُبُّ جَبَاباً** : چاڭلاشتۇردى ؛ يەڭدى ، غەلىبە قىلدى.

**جَبَّ بِالنَّخْلَةِ** : خورمىنى چاڭلاشتۇردى.

**جُبٌّ ج أَجْبَابٌ وَجِبَابٌ وجِبَبَةٌ** : چوڭقۇر قۇدۇق ؛ ئازگال ، ئورا ؛ زىندان ، يەرئاستى تۈرمىسى.

**«قَالَ قَائِلٌ مِنْهُمْ لَاتَقْتُلُوا يُوسُفَ وَأَلْقُوهُ فِي غَيَابَةِ الْجُبِّ» ‹قرآن›** : ئۇلاردىن بىرى سۆز قىلىپ : « يۈسۈپنى ئۆلتۈرمەڭلار ! ئۇنى قۇدۇققا تاشلىۋېتىڭلار دېدى. »

**جَبَّارٌ ج جَبَابِرَةٌ**: زوراۋان ، مۇستەبىت ، زالىم ، غالىب ، قەھرى قىلغۇچى.

**مَجْهُودٌ جَبَّارٌ** : غايەت زور تىرىشچانلىق.

**اَلْجَبَّارُ** : ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ ، ئاللاھ بەندىلىرىنىڭ ئىشلىرىنى تۈزەيدۇ ياكى ئاللاھ قەھرى قىلغۇچى ئۇلۇغ زات بولۇپ، بەندىلىرىگە خالىغان ئىشنى قىلدۇرالايدۇ، دېگەن مەنىلەردە.

**«اَلْعَزِيزُ الْجَبَّارُ» ‹قرآن›** : ئۇ غالىبتۇر ، قەھرى قىلغۇچىدۇر.

**جَبَّاسٌ** : سىرچى ؛ سۇۋاقچى.

**جَبَّاسَةٌ ج جَبَّاسَاتٌ** : گەج زاۋۇتى.

**جَبَّانٌ** : قورقۇنچاق ؛ ئېرىمچىك ساتقۇچى ، قەبرىستانلىق ، دالا.

**جَبَّانٌ ج جَبَابِيْنُ** : گۆركار ؛ پىشلاق دۇكىنى، پىشلاق ساتقۇچى.

**جَبَّانٌ جَبَّانَةٌ ج جَبَّانَاتٌ** : قەبرىستانلىق ، زاراتگاھلىق.

**جَبَّانَةٌ ج جَبَابِيْنُ** : قەبرىستانلىق ، دالا ، ئېگىزلىك.

**جُبَّةٌ ج جِبَابٌ وجُبَبٌ** : ئون ، يەكتەك ، پەلتو ، تاشقى كىيىم ، چاپان ، خالات.

**جَبَّرَ يُجَبِّرُ تَجْبِيْرًا** : تاڭدى ( سۇنۇقنى ) ، ئوڭشىدى ، ياخشىلىدى ؛ زورلىدى.

**جَبَّسَ يُجَبِّسُ تَجْبِيْسًا الْحَائِطَ** : تامنى ئاقلىدى ، تامنى ھاكلىدى.

**جَبَّسَ** : گىپىسقا ئالدى.

**«جُبِّسَ ذِرَاعُهُ الْمَكْسُورَةُ»** : ئۇنىڭ سۇنغان بىلىكى گىپىسقا ئېلىندى.

**جَبَّلَ يُجَبِّلُ تَجْبِيْلًا الشَّيْءَ** : پارچىلىدى ، كەستى.

**جَبَّنَ يُجَبِّنُ تَجْبِيْنًا الرَّجُلَ** : بوزەك قىلدى.

**جَبَّنَ الْحَلِيْبَ** : پىشلاق قىلدى ، ئېرىمچىك قىلدى ، پىشلاق ياسىدى.

**جَبَّهَ يُجَبِّهُ تَجْبِيْهًا** : بېشىنى ساڭگىلاتتى ، بېشىنى تۆۋەن سالدى.

**جَبَّى يُجَبِّي تَجْبِيَةً** : باش ئۇردى ، باش قويۇپ تەزىم قىلدى.

**جِبْتٌ** : بۇت ؛ كاھىن ، سېھىر ، سېھىرگەر.

**«يُؤْمِنُونَ بِالْجِبْتِ وَالطَّاغُوتِ» ‹قرآن›** : ئۇلار بۇتقا ۋە شەيتانغا ئىشىنىدۇ.

**جَبَدَ يَجْبِدُ جَبْدًا** : سۆرىدى، تارتتى.

**جَبَذَ يَجْبِذُ جَبْذًا** : تارتتى ، سۆرىدى ؛ كۆزگە قاراتتى.

**جَبَرَ يَجْبُرُ جَبْرًا وجُبُورًا وجِبَارَةً**: سۇنۇقنى تاڭدى ؛ ئوڭشىدى ، ياخشىلىدى ، رېمونت قىلدى ، زورلىدى.

**جَبَرَ الْقَلْبَ** : تەسەللى بەردى ، كۆڭلىنى ياسىدى.

**جَبَرَ الْفَقِيْرَ** : كەمبەغەلگە ياردەم بەردى ، كەمبەغەلنىڭ ھاجىتىدىن چىقتى.

**جَبَرَ يَجْبُرُ جُبُورًا وجُبْرًا وجِبَارَةً** : ياردەم بەردى ، كۆڭۈل بۆلدى.

**جَبْرٌ** : زورلاش ، مەجبۇرلاش ، قىستاش؛ تېڭىقچىلىق ، تېڭىقچىلىق تېخنىكىسى.

**«قَامَ بِالْعَمَلِ جَبْرًا لَا إِخْتِيَارًا»** : ئۇ بۇ ئىشنى ئىختىيارى ئەمەس ، مەجبۇرى

قىلدى.

**عِلْمُ الْجَبْرِ** : ئالگېبرا.

**جَبْرًا. بِالْجَبْرِ** : مەجبۇرىي ، زورمۇ زور.

**جُبْرَانٌ** : جەبرائىلنىڭ قىسقارتىلمىسى.

**جَبَرُوتٌ** : كۈچ ـ قۇۋۋەت ، كۈچ ـ قۇدرەت ؛ ئۇلۇغلۇق ، بۈيۈكلۈك.

**«لَنْ تَسْتَمِرَّ إِسْرَائِيلُ فِي جَبَرُوتِهَا وَتَوَاصُلِ إِحْتِلَالِهَا لِأَرَاضٍ عَرَبِيَّةٍ»** : ئىسرائىلىيە زومىگەرلىكنى ۋە ئەرەب زېمىنىغا بولغان داۋاملىق ئىشغالىيەت قىلىشىنى داۋاملاشتۇرالمايدۇ.

**جِبْرِيلُ. جَبْرِيلُ جَبْرَائِيلُ جِبْرَائِيلُ**: ( ئاللاھ تەرىپىدىن پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيى ئېلىپ كېلىدىغان پەرىشتە. )

**جَبْرِيٌّ** : ئالگېبرالىق ، ئالگېبرانىڭ ؛ مۇقىم ، تاختاي باھاسى ؛ رىجىم ، مەجبۇرىي.

**جَبَرِيٌّ ج جَبَرِيَّةٌ** : جەبەرىيە مەزھىپى تەقدىرچىلىك ( ئىنساننىڭ ئىش ـ ھەرىكىتىنى ئاللاھقا نىسبەت بېرىپ ، ئىنساننىڭ ئىرادىسى ۋە ئىختىيارىنى پۈتۈنلەي ئىنكار قىلىدىغان ، ئىنسانغا جانسىز نەرسىلەر قاتارىدا قارايدىغان مەزھەپ ) ، تەقدىرچىلىك مەزھىپى.

**جَبَرِيَّةٌ** : تەقدىرچىلىك نەزەرىيىسى.

**اَلْقُوَّةُ الْجَبَرِيَّةُ** : زوراۋانلىق كۈچ ، زورلۇق كۈچ.

**«وُضِعَ الرَّئِيسُ السَّابِقُ تَحْتَ الْإِقَامَةِ الْجَبَرِيَّةِ فِي مَنْزِلِهِ»** : سابىق رەئىس ئۆز تۇرالغۇسىدا رىجىم ئاستىغا ئېلىندى.

**جَبَزَ يَجْبِزُ جَبْزًا** : كەستى ، ئۈزدى.

**جَبَزَ يَجْبِزُ جَبَازَةُ الْخُبْزِ** : نان قېتىپ قالدى ، نان قۇرۇپ قالدى.

**جِبْزٌ** : بېخىل ؛ ئەسكى ، رەزىل ، پەسكەش ، ئېپلاس ؛ ئاجىز.

**جَبْزَةٌ** : پارچە.

**جِبْسٌ** : ھاك ، گەج ، سىگىرتاش.

**مَعْدَنُ الْجِبْسِ** : ھاك تېشى كانى.

**جَبَلَ يَجْبُلُ جَبْلًا اللّٰهُ الْخَلْقَ** : ياراتتى ، خەلق ئەتتى.

**جَبَلَهُ اللّٰهُ عَلَى كَذَا**: ئاللاھ ئۇنى ئاشۇنداق ياراتتى.

**جَبَلَ الشَّيْءَ** : چىڭىتتى ، باغلىدى.

**جَبَلَ يَجْبُلُ جَبْلًا** : يۇغۇردى ، ئارىلاشتۇردى ، سىڭىپ كەتتى.

**«جُبِلَتِ الْقُلُوبُ عَلَى حُبِّ مَنْ أَحْسَنَ إِلَيْهَا»** : ياخشىلىق قىلغانلارنىڭ مۇھەببىتى دىللارغا سىڭىپ كەتكەن.

**جَبِلَ يَجْبَلُ جَبَلًا** : قوپاللاشتى ، يوغىنىدى.

**جَبَلٌ ج جِبَالٌ وأَجْبَالٌ وأَجْبُلٌ** : تاغ.

**فُلَانٌ جَبَلُ سِينَا** : تاغدەك مۇستەھكەم، تاغدەك يىمىرىلمەس.

**جَبَلُ نَارٍ** : يانار تاغ ، ۋۇلقان.

**جَبَلُ جَلِيْدٍ** : مۇز تاغ.

**إِبْنَةُ الْجَبَلِ** : ئەكس سادا ؛ يىلان ؛ بالايىئاپەت ، بەختسىزلىك.

**أَنْفُ الْجَبَلِ** : تاغ تۇمشۇقى.

**«سَلَّقَ الْجَبَلَ لِيُطِلَّ عَلَى كُلِّ الْمَدِينَةِ»** : پۈتۈن شەھەرنى كۆرۈش ئۈچۈن تاغقا چىقتى.

**جِبْلٌ** : قورۇ ، ھويلا.

**جَبْلَاوِيٌّ ج جَبْلَاوِيَّةٌ** : تاغلىق.

**جَبَلَايَةٌ**: ئۆڭكۈر ، غار.

**جَبْلَةٌ. جِبْلَةٌ. جَبَلَةٌ. جِبِلَّةٌ. جُبُلَّةٌ ج جِبِلَّاتٌ**: ئۇممەت ، جامائەت ؛ تەبىئەت ، خاراكتېر ، خۇسۇسىيەت ، ماھىيەت.

**اَلْجِبِلُّ. اَلْجِبِلَّةُ** : جامائە.

**جِبِلٌّ** : نۇرغۇن كىشىلەر.

**«وَلَقَدْ أَضَلَّ مِنْكُمْ جِبِلًّا كَثِيرًا» ‹قرآن›** : شۈبھىسىزكى ، شەيتان سىلەردىن نۇرغۇن كىشىلەرنى ئازدۇردى.

**جِبِلَّةٌ** : ئىلگىرىكى ئۇممەتلەر.

**«وَاتَّقُوا اللّٰهَ الَّذِى خَلَقَكُمْ وَالْجِبِلَّةَ الْأَوَّلِينَ»**

**‹قرآن›** : سىلەرنى ۋە ئىلگىرىكى ئۇممەتلەرنى ياراتقان ئاللاھدىن قورقۇڭلار.

**جِبِلِّيٌّ** : تەبىئىي ، تۇغما ، يارىلىشىدىنلا.

**جَبَلِيٌّ** : تاغقا ئائىت ، تاغقا مەنسۇپ ، تاغلىق ، تاغدىن چىققان ، تاغلىق رايونغا ئۆسكەن ، تاغلىق رايون.

**«يَعِيشُ الْأَكْرَادُ فِي الْمَنَاطِقِ الْجَبَلِيَّةِ مِنَ الْعِرَاقِ»** : كۇردلار ئىراقنىڭ تاغلىق رايونلىرىدا ياشايدۇ.

**جَبُنَ يَجْبُنُ جُبْنًا وجَبَانَةً** : قورقتى ، ئەيمەندى ، يۈرەكزادە بولدى ، ئىرادىسى بوشىدى ، قورقۇنچاقلىق قىلدى ، توخۇ يۈرەكلىك قىلدى، لاسىدە بولۇپ قالدى.

**«اَلْفِدَائِيُّ لَا يَجْبُنُ عَنْ مُوَاجَهَةِ الْمَوْتِ دِفَاعًا عَنْ حُقُوقِ شَعْبِهِ»** : پىدائىيلار خەلقىنىڭ ھوقۇقىنى قوغداش يولىدا ئۆلۈمدىن قورقۇپ قالمايدۇ.

**جُبْنٌ وجُبُنٌ وجُبُنٌّ اَلْوَاحِدَةُ جُبْنَةٌ** : پىشلاق ، ئىرىمچىك.

**جُبْنٌ** : قورقۇنچاقلىق ، توخۇ يۈرەكلىك.

**جَبَهَ يَجْبَهُ جَبْهًا** : دۇچ كەلدى ، يۈزلەندى ، يۈز كەلتۈردى ، ئۇچراشتى ، دوقۇرۇشتى.

**جَبْهَةٌ ج جِبَاهٌ وجَبَهَاتٌ** : پېشانە ، ماڭلاي؛ لىنىيە ، ئالدىنقى سەپ ، فرونت.

**جَبْهَةُ الْقَوْمِ** : قەۋمنىڭ باشلىقى ، داھىيسى ، يېتەكچىسى ، ئاقساقىلى.

**جَبْهَةٌ مِنَ النَّاسِ** : تەشكىلات ، كوللېكتىپ.

**جَبْهَةٌ مُتَّحِدَةٌ** : بىرلىك سەپ.

**اَلْجَبْهَةُ الْإِيدِيُولُوجِيَّةُ**: ئىدىيىۋى سەپ.

**اَلْجَبْهَةُ وَالْقَاعِدَةُ** : ئالدىنقى سەپ ۋە ئارقا سەپ.

**«تَفَقَّدَ الْقَائِدُ الْقُوَّاتِ الْمُحْتَشِدَةَ فِي الْجَبْهَةِ الْجَنُوبِيَّةِ»** : قوماندان جەنۇبىي لىنىيىگە توپلانغان قوشۇنلارنى كۆزدىن كەچۈردى.

**فِي عِدَّةِ جَبَهَاتٍ** : بىرقانچە جەڭ مەيدانىدا ، بىرقانچە سەپتە.

**جُبُوسٌ** : پەسكەش ئادەم، چاكىنا ئادەم؛ ناچىرى (نەرسىنىڭ).

**جَبَى يَجْبِي جِبَايَةَ الْأَمْوَالَ** : ماللاردىن باج يىغدى ، باج ئالدى.

**«يُجْبَى إِلَيْهِ ثَمَرَاتُ كُلِّ شَيْءٍ» (قرآن)** : ھەرەمگە تۈرلۈك مېۋىلەرنىڭ ھەممىسى كەلتۈرۈلىدۇ.

**جَبِيرَةٌ ج جَبَائِرُ** : تېڭىق تاختىسى، تېڭىق لاتىسى.

**جَبِيزٌ** : قۇرۇق نان ، قۇرۇق بولكا.

**جَبِيشٌ ج أَجْبَاشٌ** : ئېيىق بالىسى ، كىچىك ئېيىق ، بالا ئېيىق ؛ پىخسىق ، ئەسكى ، ناچار.

**جَبِينٌ** : قورقۇنچاق ، توخۇ يۈرەك.

**جَبِينٌ ج أَجْبُنٌ وجُبُنٌ وأَجْبِنَةٌ** : پېشانە ، ماڭلاي.

**«رَفَضَ أَنْ يَبِيعَ عِرْقَ جَبِينِهِ كَمَا كَانَ يُبَاعُ عِرْقُ جَبِينِ الْعَبِيدِ فِي الْعُهُودِ الْغَابِرَةِ»** : ئۇ ئىلگىرىكى زامانلاردا قۇللارنىڭ جاپالىق ئەمگىكى سېتىلغىنىغا ئوخشاش ئۆزىنىڭ جاپالىق ئەمگىكىنى سېتىشنى رەت قىلدى.

**جَثَا يَجْثُو جُثُوًّا** : تىزلاندى ، تىزلىنىپ ئولتۇردى ؛ دۈم ياتتى ؛ پۇتىنىڭ ئۇچىدا تۇردى.

**جُثَالَةٌ** : تۆكۈلگەن غازاڭ.

**جُثَامٌ** : قارا بېسىش.

**جَثَّ يَجُثُّ جَثًّا** : قومۇردى ، يۇلدى ، يىلتىزىدىن قومۇردى ، تاياق بىلەن ئۇردى.

**جُثٌّ** : قومۇرماق ، يىلتىزىدىن قومۇرماق ؛ شاسىنىڭ خام ئەشياسى ؛ ھەسەلگە ئارىلىشىپ قالغان ھەسەل ھەرىسىنىڭ قانات - بەدەنلىرى؛ چېكەتكە ئۆلۈكى؛ دۆڭ؛ كەسەك.

**جُثَّامَةٌ**: ھورۇن ، ئىش خوشىياقماس ، تەييارتاپ؛ قارا بېسىش؛ ئەسكى ، ئەخلاقسىز.

**جُثَّةٌ ج جُثَثٌ** : جىسىم ، بەدەن ، گەۋدە ، تەن.

**جُثَّةُ الْمَيِّتِ** : جەسەت ، مېيىت ، ئۆلۈك ؛ تاپ.

**جُثَّةٌ هَامِدَةٌ** : تاپ ، ئۆلۈك ، جەسەت.

**«تَنَاثَرَتْ جُثَثُ الْقَتْلَى مِنَ الْفَرِيقَيْنِ عَلَى أَرْضِ الْمَعْرَكَةِ»** : ئۇرۇشۇۋاتقان ئىككى تەرەپتىن ئۆلگەنلەرنىڭ جەسەتلىرى ئۇرۇش مەيدانى بويىچە تارالدى.

**جَثْلَةٌ ج جَثْلٌ** : قويۇق يوپۇرماقلىق چوڭ دەرەخ ؛ قارا چۈمۈلە ، چوڭ چۈمۈلە.

**جَثَمَ يَجْثِمُ جَثْمًا وجُثُومًا** : دۈم ياتتى ، يەرگە چاپلىشىۋالدى ، ئېگىشتى ، يەر بېغىرلىدى ، يەرگە قوندى.

**جَثَمَ اللَّيْلُ:** بېرىم كېچە بولدى.

**«جَثَمَتِ الطَّائِرَةُ عَلَى أَرضِ الْمَطَارِ»** : ئايروپىلان ئايرودرومغا قوندى.

**جُثْمَانٌ** : بەدەن ، تەن ، گەۋدە ، جىسىم.

**جُثْمَانُ الْمَيِّتِ** : جەسەت ، مېيىت ، ئۆلۈك ؛ تاپ.

**«نُقِلَ جُثْمَانُهُ إِلَى مَقْبَرَةِ الشُّهَدَاءِ»** : ئۇنىڭ جەسىتى شېھىتلەر زاراتگاھلىقىغا ئېلىپ بېرىلدى.

**جُثْوَةٌ ج جُثًى:** تۆپىلىك ، كىچىك ئېگىزلىك ، دۆڭ ، قەبرە ، قورام تاش ، جەسەت.

**جَثُومٌ** : يەرگە چاپلىشىپ ياتقان ، ئويقۇچان ، قارا بېسىش.

**جَثَى يَجْثِي جَثْيًا وَ جُثِيًّا** : تىزلاندى ، تىزلىنىپ ئولتۇردى ؛ دۈم ياتتى ، پۇتىنىڭ ئۇچىدا تۇردى.

**جَحَا يَجْحُو جَحْوًا بِالْمَكَانِ** : تۇردى ، ئورۇنلاشتى.

**جَحَا الشَّيْءَ** : قومۇرۇۋەتتى.

**جُحَا . جُحَى:** بىر ئەرەب لەتىپىچىسىنىڭ ئىسمى.

**جُحَاقٌ** : ئۆلۈم ، ھالاكەت ، ئىتتىك ئېقىن ؛ ئىچى سۈرۈش.

**مَوْتٌ جُحَاقٌ** : قىيىن ئۆلۈم.

**سَيْلٌ جُحَاقٌ** : قاتتىق كەلكۈن.

**جِحَاقٌ** : ئۇرۇش ؛ قىلىچ چېپىش.

**جُحَالٌ** : زەھەر ، زەھەرلىك ماددا ، ئوغا.

**جَحْجَحَ يُجَحْجِحُ جَحْجَحَةً الشَّيْءَ** : مەلۇم بىر شەيئىنىڭ تېگىگە يەتتى ، ئىزدەپ تاپتى ، تېز تۇتۇش قىلدى؛ پەخىرلەندى.

**جَحْجَحَ عَنِ الْأَمْرِ:** ئىشتىن يالتايدى؛ كېچىكتى.

**جَحْجَحَ عَنِ الْقِرْنِ** : رەقىبىدىن چېكىندى.

**جَحْجَحٌ وَ جَحْجَاحٌ ج جَحَاجِحُ وجَحَاجِحَةٌ** : ئېسىل ئادەم ، مەرد ئادەم.

**جُحْجُحٌ ج جَحَاجِحُ** : قوچقار.

**جَحْجَحَةٌ** : ئۆلۈم ، ھالاكەت.

**جَحَّافٌ** : جاننى ئالغۇچى ، ۋەيران قىلغۇچى ، ھالاك قىلغۇچى.

**جَحَّظَ يُجَحِّظُ تَجْحِيظًا** : تىكىلىپ قارىدى.

**جَحَّلَ يُجَحِّلُ تَجْحِيلاً** : ئۇرۇپ يىقىتىۋەتتى ، غۇلىتىۋەتتى.

**جَحَّمَ يُجَحِّمُ تَجْحِيمًا** : تىكىلىپ قارىدى ، ئالىيىپ قارىدى.

**جَحَّنَ يُجَحِّنُ تَجْحِينًا** : ( ئائىلىسىگە ) قىيىنچىلىق كەلتۈردى.

**جَحَدَ يَجْحَدُ جَحْدًا وَجُحُودًا الْحَقَّ أَوْ بِهِ** : ھەقنى ئىنكار قىلدى ، تاندى ؛ رەت قىلدى ؛ ئىشەنمىدى.

**جَحَدَهُ حَقَّهُ أَوْ بِحَقِّهِ** : ھەققىگە ئىنكار قىلدى ، ئېتىراپ قىلمىدى.

**جَحَدَ الْمَعْرُوفَ** : ياخشىلىقنى بىلمىدى ، ۋاپاغا جاپا قىلدى ، ۋاپاسىزلىق قىلدى ، ناشۈكۈرلۈك قىلدى ، تۇزكورلۇق قىلدى.

**«أَفَبِنِعْمَةِ اللّٰهِ يَجْحَدُونَ» «قرآن»** : ئۇلار ئاللاھنىڭ نېمىتىنى ئىنكار قىلىشامدۇ.

**جَحِدَ يَجْحَدُ جَحَدًا الشَّيْءُ** : ئازايدى، كېمەيدى، ئازلىدى.

**جَحِدَ الرَّجُلُ** : بەركىتى قاچتى ، ياخشىلىقى تۈگىدى ، ياخشىلىقى ئاز قالدى.

**جَحِدَ الْعَيْشُ** : تۇرمۇشى قىيىنلاشتى ، ئېغىر كۈنگە قالدى.

**جَحِدَ الْعَامُ** : قۇرغاقچىلىق بولدى.

**جَحِدَ النَّبَاتُ** : ئۆسۈملۈك ئۆسمىدى.

**جَحِدَتِ الْأَرْضُ** :زېمىن قۇرۇپ كەتتى.

**جَحْدٌ** : ئىنكار قىلماق ، رەت قىلماق ، تۇزكورلۇق قىلماق، ۋاپاغا جاپا قىلماق ، نانكورلۇق قىلماق.

**جَحْدٌ . جَحِدٌ** : قۇرغاق، قۇرغاقچىلىق ؛ نامراتچىلىق.

**عَامٌ جَحْدٌ** : قۇرغاقچىلىق يىلى.

**جَحْدَلٌ** : قاۋۇل يىگىت ، جانلىق يىگىت.

**جَحَرَ يَجْحَرُ جَحْرًا الْحَيَوَانُ** : ھايۋان ئۇۋىسىغا كىردى.

**جَحَرَ الضَّبُّ** : كىلە ئۇۋىسىغا كىردى.

**جَحَرَ الْعَامُ** : يامغۇر ياغمىدى ، يىل قۇرغاقچىلىق بولدى.

**جُحْرٌ ج أَجْحَارٌ وجِحَرَةٌ وأَجْحِرَةٌ** : ئۇۋا ، ئۆڭكۈر ، غار ، تۆشۈك ، كامار.

**«لَا يُلْدَغُ الْمُؤْمِنُ فِي جُحْرٍ وَاحِدٍ مَرَّتَيْنِ»**

**﴿حديث﴾** : مۇسۇلمان ئادەم يىلان چاققان تۆشۈككە قايتا قولىنى تىقمايدۇ.

**جُحْرَانٌ** : ئۇۋا ، ئۆڭكۈر.

**جَحْرَةٌ** : قۇرغاقچىلىق يىلى ، ھۆل - يېغىن ئاز بولغان يىل.

**جَحَسَ يَجْحَسُ جَحْسًا الْجِلْدَ** : تېرىنى شىلىدى، سويدى ، ئاقلىدى.

**جَحَشَ يَجْحَشُ جَحْشًا الْجِلْدَ** : تېرىنى شىلىدى، سويدى ، ئاقلىدى.

**جَحَشَ عَنْهُ** : ئۆزىنى چەتكە ئالدى.

**جَحْشٌ ج جِحَاشٌ وجِحْشَانٌ وجِحَشَةٌ** : تەخەي ، خوتەك؛ تاي.

**جَحْشَةٌ** : چىشى تەخەي ، مادا تەخەي؛ قولغا يۆگەپ يىپ قىلىپ ئىشلىمىگەن يۇڭ.

**جَحَظَ يَجْحَظُ جُحُوظًا** : تومپايدى ، تومپىيىپ چىقتى ، پولتايدى.

**جَحَظَتْ عَيْنُهُ** : كۆزى پولتىيىپ چىقتى ، كۆزى پولتايدى.

**جَحَفَ يَجْحَفُ جَحْفًا** : يان باستى ، بىر تەرەپكە ئاغدى ، مايىل بولدى.

**جَحَفَ الشَّيْءَ** : مەلۇم بىر نەرسىنى سويدى ، ئاقلىدى ، ئالدى.

**جَحَفَهُ بِرِجْلِهِ** : تەپتى.

**جَحَفَ لَهُ الطَّعَامَ** : ئۇنىڭغا تاماقنى ئۇسۇپ بەردى.

**جَحَفَهُ بِالسَّيْفِ** : ئۇنى قىلىچ بىلەن چاپتى.

**جُحِفَ فُلَانٌ** : ئىچى سۈرۈپ كەتتى.

**جَحِفٌ** : سۇسىراپ قالغان ئاچىز ئۆسۈملۈك.

**جَحْفَةٌ** : كالتەك توپ.

**جُحْفَةٌ** : كۆلنىڭ ئەتراپىدا قېپقالغان قالدۇق سۇ ، بىر كاپام ئاش.

**جَحْفَلَ يُجَحْفِلُ جَحْفَلَةً** : ئۇنى يىقىتىۋەتتى ، ئۆرۈۋەتتى ، ئەيىبلىدى ، مالامەت قىلدى.

**جَحْفَلٌ ج جَحَافِلُ** : زور قوشۇن ، چوڭ قوشۇن.

**رَجُلٌ جَحْفَلٌ** : ئۇلۇغ ئادەم ، مۆھتەم ئادەم ، قەدىرلىك ئادەم ، ئۇلۇغ ئەرباب.

**«جَاؤُوا فِي جَحْفَلٍ عَظِيمٍ»** : زور قوشۇن تارتىپ كەلدى.

**جَحْفَلَةٌ ج جَحَافِلُ** : ئات ، قېچىر ، ئېشەك قاتارلىقلارنىڭ كالپۇكى.

**جَحَلَ يَجْحَلُ جَحْلًا** : ئۆرۈپ يىقىتتى ، غۇلىتىۋەتتى.

**جَحْلٌ ج جِحَالٌ** : چوڭ تۇلۇم ، چوڭ تېرە خالتا.

**جَحْلٌ ج جُحُولٌ جُحْلَانٌ** : كەسلەنچۈك ؛ ھەسەل ھەرىسىنىڭ پادىشاھى ؛ باشلىق ، رەھبەر ، قېرى كىلە ؛ چوڭ قاچا.

**جَحْلَاءُ** : چوڭ تۆگە.

**جَحِمَ يَجْحَمُ جَحْمًا النَّارَ** : ئوت ياقتى ، ئوت قالىدى ، ئوت تۇتاشتۇردى.

**جَحَمَ الْعَيْنَ** : كۆزىنى ئاچتى.

**جَحَمَهُ عَنِ الْأَمْرِ** : ئۇنى مەلۇم بىر ئىشتىن توستى ، چەكلىدى.

**جَحْمَرِشُ ج جَحَامِرُ** : موماي ، قېرى خوتۇن ، كەمپىر؛ چوڭ توشقان.

**جَحِنَ يَجْحَنُ جَحِنًا الصَّبِيُّ** : بوۋاقتا ئوزۇقلۇق يېتىشمىدى.

**جَحِنٌ** : ئوبدان بېقىلمىغان بالا ، ئوزۇق يېتىشمىگەن جانسىز بالا، ئاجىز ياش؛ ئاجىز ئۆسۈملۈك.

**جُحُودٌ** : ئىنكار قىلماق ، تانماق ، رەت قىلماق ؛ تونۇكورلۇق قىلماق، ۋاپاغا جاپا قىلماق.

**جَحْوَشٌ** : نارەسىدە ؛ بالاغەتكە يەتمىگەن بالا.

**جُحُوظُ الْعَيْنِ** : كۆزنىڭ پولتىيىپ چىقىشى.

**جَحِيشٌ:** تەرەپ ؛ يىرىق ، دەز.

**جَحِيمٌ:** دوزاخ ، جەھەننەم ، يالقۇنجاپ كۆيۈۋاتقان ئوت.

**جَحِيمِيٌّ:** دوۋزىخى.

**جَخَّ يَجِخُّ جَخًّا بِرِجْلِهِ:** يۆتكەلدى؛ پۇتى بىلەن توپا توزۇتتى.

**جَخَّ:** سەجدىدە قورسىقىنى كۆتۈرۈپ ئىككى بىلىكىنى ئېچىپ تۇردى.

**جَخَّاخٌ:** پوچى ، لاپ ئۇرغۇچى ، ھاكاۋۇر ، مەنمەنچى.

**جَخَّاقٌ:** ھاكاۋۇر، ئۆزىنى چوڭ تۇتقۇچى، مەمەدان.

**جَخَرَ يَجْخَرُ جَخْرًا الْبِئْرَ:** قۇدۇقنى كېڭەيتتى.

**جَخَفَ يَجْخُفُ جَخْفًا و جَخِيفًا:** تەھدىت سالدى، چوڭ گەپ قىلدى، خورەك تارتتى، پو ئاتتى ؛ پەخىرلەندى ، مەغرۇرلاندى، ئۆزىدە يوق نەرسىلەر بىلەن ھاكاۋۇرلۇق قىلدى.

**جَخِيفٌ:** تەكەببۇر ، قورساقنىڭ غولدۇرلىشى ، ئەقىل ـ پاراسەت ، ئۇرغۇن.

**جَدَا يَجْدُو جَدْوًا عَلَيْهِ:** ئۇنىڭغا بەردى ؛ ياردەم سورىدى ، مەدەت تىلىدى.

**جَدَاءٌ:** سوۋغا ، پايدا ـ مەنپەئەت.

**جُدَاءٌ:** كۇۋادرات سان ؛ كۆپەيتكۈچى.

**جِدَارٌ ج جُدُرٌ وجُدْرٌ و جُدْرَانٌ:** تام.

**جِدَارٌ ج جِدَارَاتٌ:** تەگ ، ئۇل ، ئاساس.

**جَدَارَةٌ:** سالاھىيەت، ئىقتىدار، لاياقەت، قابىلىيەت.

**«عُيِّنَ فِي مَنْصَبِهِ عَنْ جَدَارَةٍ» :** ئۇ لاياقەتلىك بولغانلىقى ئۈچۈن مەنسەپكە قويۇلدى.

**جِدَارِيٌّ:** بوشلۇق ؛ قورساق.

**جِدَالٌ:** مۇنازىرە ، تالاش ـ تارتىش ، جېدەل ـ ماجىرا ، نىزا ، دەتالاش.

**بِلَا جِدَالٍ:** تالاش ـ تارتىش قىلمايلا.

**«أَرْغَبُ فِي إِبْدَاءِ رَأْيِي فِي الْجِدَالِ الَّذِي جَرَى آنِفًا» :** بايا بولۇپ ئۆتكەن دەتالاشقا قارىتا ئۆز پىكرىمنى قويغۇم بار.

**جَدَالَةٌ:** توپا ، تۇپراق ، يەر ـ زېمىن ، تېرىلغۇ يەر.

**جِدَالِيٌّ:** بەس ـ مۇنازىرە قىلىش ، بەس ـ مۇنازىرىگە مەنسۇپ.

**اَلْجُدَامَةُ:** يەنجىلمىگەن باشاق.

**جَدَبَ يَجْدُبُ جَدْبًا وجَدُبَ يَجْدُبُ جُدُوبَةً الْمَكَانُ:** (يەر ) قۇرۇپ كەتتى ، قاغجىراپ كەتتى.

**جَدَبَهُ:** ئۇنى ئەيىبلىدى.

**جَدْبٌ:** قۇرغاقچىلىق ، ئاچارچىلىق ، قەھەتچىلىك.

**جَدْبٌ م جَدْبَةٌ ج جُدُوبٌ:** قۇرغاقچىلىق ، قۇرغاق ، ئەيىب ، نۇقسان.

**جَدَثٌ ج أَجْدَاثٌ وأَجْدُثٌ:** قەبرە ، گۆر.

**«فَإِذَا هُمْ مِنَ الْأَجْدَاثِ إِلَى رَبِّهِمْ يَنْسِلُونَ»**

«قرآن» : ئۇلار قەبرىلىرىدىن چىقىپ پەرۋەردىگارى تەرەپكە يۈگۈرىدۇ.

**جُدْجُدٌ ج جَدَاجِدُ:** قارا چېكەتكە.

**جَدَحَ يَجْدَحُ جَدْحًا السَّوِيقَ فِي الْمَاءِ:** سۇغا تالقان چالدى.

**جَدَّ يَجِدُّ جَدًّا:** تەلىيى ئوڭدىن كەلدى ، بەختلىك بولدى ، تەلىيى كەلدى.

**جَدَّ يَجِدُّ جِدَّةً الثَّوْبُ:** كىيىم يېڭى بولدى.

**جَدَّ يَجُدُّ جِدًّا:** تىرىشتى ؛ ئەھمىيەت بەردى ، ئەستايىدىل بولدى ؛ ئالدىرىدى.

**«قَدْ جَدَّ فِي طَلَبِ الْعِلْمِ مَا اسْتَطَاعَ» :** ئۇ ئىلىم تەلەپ قىلىشنىڭ يولىدا كۈچى يېتىشىچە تىرىشتى.

**«جَدَّ فِي السَّيْرِ كَأَنَّهُ عَلَى مِيعَادٍمِهِمِّ» :** ئۇ گوياكى مۇھىم بىر ئىشقا ۋەدىلىشىپ قويغاندەك ئالدىراپ ماڭدى.

**جَدٌّ:** تەلەي ، ئامەت ، بەخت ؛ ئۇلۇغ ، بۈيۈك ، زور ، چوڭ.

**عَاثِرُ الْجَدِّ:** تەلەيسىز ، شورپېشانە ، بەختسىز.

**اَلْجَدُّ الْعَاثِرُ:** كاج تەلەي ، شۇم پېشانە.

**جَدٌّ ج أَجْدَادٌ وجُدُودٌ وجُدُودَةٌ:** چوڭ دادا ، بوۋا؛ دادا.

**جِدٌّ:** تىرىشماق ، ئەستايىدىل بولماق ، جىددىي بولماق ، ئەستايىدىل ، پۇختا.

مَسْئَلَةٌ جِدُّ خَطِيرَةٍ: ناھايىتى چوڭ مەسىلە، ئىنتايىن جىددىي مەسىلە.

جِدًّا: ناھايىتى، ئىنتايىن، بەك.

جِدٌّ: ناھايىتى، بەك.

«كَانَ مُجْتَهِدًا جِدًّا»: ئۇ ناھايىتى تىرىشچان ئىدى.

جَدٌّ ج أَجْدَادٌ: ئۆستەڭ بويى، دەريا بويى، قىرغاق.

جَدَدٌ ج أَجْدَادٌ: تۈز يەر، تەكشى يەر.

«مَنْ سَلَكَ الْجَدَدَ أَمِنَ الْعِثَارَ»: تۈز يولدا ماڭغان مۇدۇرۇپ كەتمەيدۇ.

جَدَّاءُ: قۇلىقى كېسىلگەن تۆگە ۋە قوي؛ قەھەتچىلىك يىلى؛ ئەمچىكى كىچىك ئايال.

جُدَّةٌ ج جُدَدٌ: ئالامەت، بەلگە، نىشان؛ ماركا؛ شەكىل، مودا؛ تارماق.

«تَمَيَّزَ الْكِتَابُ بِجِدَّةِ مَوْضُوعِهِ»: كىتاب ماۋزۇسىنىڭ يېڭىلىقى بىلەن ئالاھىدىلىككە ئىگە.

جِدَّةٌ: يېڭى، يېپيېڭى؛ يېڭىلىق.

جَدَّةٌ ج جَدَّاتٌ: چوڭ ئانا، موما؛ ئانا.

جَدَّالٌ: جېدەلخور، ئۇرۇشقاق، مۇنازىرە مەستانىسى، مۇنازىرىگە ئامراق، مۇنازىرىخۇمار.

اَلْجُدَّةُ ج جُدَدٌ: ئاسمان ۋە تاغ يوللىرى.

جَدَّدَ يُجَدِّدُ تَجْدِيدًا الشَّيْءَ: يېڭىلىدى، ئىسلاھ قىلدى.

جَدَّدَ الثَّوْبَ: يېڭى كىيىم كىيدى.

«جَدِّدْ هَوَاءَ الْغُرْفَةِ»: ئۆينىڭ ھاۋاسىنى يېڭىلىدى.

«كَانَ عَلَيْنَا أَنْ نُجَدِّدَ جَوَازَ سَفَرِنَا كُلَّ سَنَةٍ»: ھەر يىلى پاسپورتىمىزنى يېڭىلاپ تۇرۇشىمىز كېرەك.

اِفْتَحِ النَّوَافِذَ لِيَتَجَدَّدَ الْهَوَاءُ: ھاۋانىڭ يېڭىلىنىشى ئۈچۈن دېرىزىلەرنى ئېچىۋەت!

جَدَّرَ يُجَدِّرُ تَجْدِيرًا: تۈپتىن يوقاتتى، يىلتىزىدىن قومۇرۇپ تاشلىدى.

جَدَّقَ يُجَدِّقُ تَجْدِيقًا: بەھۇزەمەتلىك قىلدى، ناتكورلۇق قىلدى.

جَدَّقَ الْقَارِبَ: قېيىق ھەيدىدى، پالاق ئۇردى.

جَدَّقَ بِالنِّعْمَةِ: تۇزكورلۇق قىلدى.

«لَا تُجَدِّقُوا بِنِعْمَةِ اللّٰهِ» (حديث): ئاللاھنىڭ نېمىتىگە تۇزكورلۇق قىلماڭلار.

جَدَّقَ عَلَى اللّٰهِ: ناشۈكۈرلۈك قىلدى.

جَدَّلَ يُجَدِّلُ تَجْدِيلًا الْخَصْمَ: رەقىبىنى يىقىتتى.

جِدِّيٌّ: ئەستايىدىل، جىددىي، قەتئىي ئادەم.

«آنَ لَنَا أَنْ نَعْمَلَ جِدِّيًّا فِي مَحْوِ الْأُمِّيَّةِ»: بىزگە ساۋاتسىزلىقنى يوقىتىش ئۈچۈن جىددىي ئىشلەشنىڭ پەيتى كەلدى.

«لَابُدَّ مِنْ مُعَالَجَةِ هٰذَا الْمَوْضُوعِ جِدِّيًّا»: بۇ مەسىلىنى چوقۇم ئەستايىدىل بىر تەرەپ قىلىش كېرەك.

جُدِّيٌّ: ناھايىتى تەلەيلىك.

جَدَرَ يَجْدُرُ جَدْرًا النَّبَاتُ: ئۆسۈملۈك بىخ سۈردى، ئۈندى.

جَدَرَ الْجُدَرِيُّ: چېچەك چىقتى.

جَدَرَ الشَّيْءَ: تام بىلەن قورشىدى.

جَدُرَ يَجْدُرُ جَدَارَةً بِكَذَا: لايىق بولدى، ئەرزىدى، مۇۋاپىق كەلدى.

جَدُرَ بِذِكْرٍ: تىلغا ئېلىشقا ئەرزىيدۇ.

جَدِرَ: چېچەككە مۇپتىلا بولدى، چېچەك چىقتى.

جَدْرٌ ج جُدْرَانٌ: تام.

جَدْرٌ: چېچەك.

جِدْرٌ ج جُدُورٌ: يىلتىز، تومۇر.

جَدْرَةٌ: قالقان بەز ئىششىقى؛ پوقاق.

جُدَرِيٌّ: چېچەك.

جُدَرِيُّ الْمَوَيِّ: قىزىل كېسەل.

جَدَسَ يَجْدُسُ جُدُوسًا الْأَمْرُ: مۇنقەرز بولدى، يوقالدى.

جَدَعَ يَجْدَعُ جَدْعًا الْأَنْفَ: بۇرنىنى كەستى، ناكا قىلدى.

جَدَعَهُ: ئۇنى سولىدى، قامىدى.

جَدَعَ الْوَلَدَ: بالىنى ئاچار ئۇزۇقلاندۇردى.

**جَدِعَ يَجْدَعُ جَدَعًا الْوَلَدُ:** بالا ناچار ئۆزۈقلاندى.

**جَدِعَ الْأَنْفُ:** بۇرنى كېسىلدى.

**جَدَعٌ ج جُدْعَانٌ:** ياش ، يىگىت ، ماھىر ، باتۇر.

**جَدِعٌ:** ئاجىز ، ياخشى ، چوڭ بولالمىغان بالا.

**جَدَفَ يَجْدِفُ جَدَفًا:** لاغايلاپ ماڭدى ، قولىنى تاشلاپ ماڭدى.

**جُدِفَتِ الْيَدُ:** قول كېسىلدى.

**جَدَفَ يَجْدِفُ جُدُوفًا الطَّائِرُ:** قۇش قانات قېقىپ تۇردى ، ئۇچۇشتىن ئىلگىرى قانىتىنى لەپىلدەتتى.

**جَدَقٌ ج أَجْدَاقٌ:** قەبرە.

**جَدْفَاءُ:** قولىقى كېسىك؛ ئەن سېلىنغان قول.

**جَدَلَ يَجْدُلُ جَدْلاً الْحَبُّ فِي السُّنْبُلِ:** باشاق دان تۇتتى.

**جَدَلَ الْوَلَدُ:** بالا يېتىلدى.

**جَدَلَهُ:** ئۇنى يىقىتتى.

**جَدَلَ الشَّعْرَ:** چاچنى ئۆرۈدى.

**جَدَلَ الرَّجُلَ:** مۇنازىرىلىشىپ يەڭدى.

**جَدِلَ يَجْدَلُ جَدَلاً الْحَبُّ فِي السُّنْبُلِ:** دان تۇتتى.

**جَدِلَ الْوَلَدُ:** بالىنىڭ سۆڭىكى قاتتى ؛ ئاداۋەتتى كۈچەيدى.

**جَدَلٌ:** مۇنازىرە ، تالاش - تارتىش ؛ جېدەل - ماجىرا ، نىزا ، دەتالاش.

**عِلْمُ الْجَدَلِ:** بەس - مۇنازىرە قانۇنىيىتى ، دىئا- لېكتىكا.

**حَقِيقَةٌ لَاتَقْبَلُ الْجَدَلَ أَبَدًا:** ھەرگىز مۇنازىرە تەلەپ قىلمايدىغان پاكىت.

**فَرَضَ جَدَلاً:** پەرەز قىلدى ، قىياس قىلدى ، تەخمىن قىلدى.

**جَدِلٌ:** جېدەلخور ، ئۇرۇشقاق.

**جَدْلَةٌ:** ھاۋانچا تېشى.

**جَدَلِيٌّ:** بەس – مۇنازىرىلىق ، بەس - مۇنازىرىگە مەنسۇپ ، جېدەلخور.

**اَلْفَلْسَفَةُ الْجَدَلِيَّةُ:** دىئالېكتىكىلىق پەلسەپە.

**اَلْجَدَلِيُّونَ:** مۇنازىرىلىشىش بىلەن شۆھرەت قازانغانلار ، مۇنازىرىچىلار.

**جَدْوَلٌ ج جَدَاوِلُ:** ئۆستەڭ ؛ جەدۋەل ، سخېما ، گرافىك ؛ تىزىملىك ، ئىسىملىك ، رويخەت ، تىزىم ؛ سائەت ؛ ئىسچوتچىك ؛ مېتىر ، ئۆلچەش ئەسۋابى ؛ ئىستون ؛ ئۇسلۇب ؛ رەت ، قۇر.

**«يَجْرِي الْجَدْوَلُ بِالْقُرْبِ مِنْ بَابِ بَيْتِهِ» :** ئۆستەڭ ئۇنىڭ ئۆيىنىڭ ئىشىكى ئالدىدىن ئاقىدۇ.

**جَدْوَلُ الْإِمْتِحَانِ:** ئىمتىھان جەدۋىلى.

**جَدْوَلُ الدِّرَاسَةِ:** دەرس جەدۋىلى.

**جَدْوَلُ أَعْمَالِ الْمُؤْتَمَرِ:** قۇرۇلتاي كۈنتەرتىپى.

**جَدْوَلٌ حِسَابِيٌّ:** سان تېپىش جەدۋىلى.

**جَدْوَلُ الْأَعْمَالِ:** ئىش تەرتىپى جەدۋىلى ؛ يىغىن كۈن تەرتىپى ؛ يوقلىما جەدۋىلى.

**جَدْوَلٌ زَمَانِيٌّ:** ۋاقىت جەدۋىلى.

**جَدْوَلَةٌ:** جەدۋەل سىزماق ، سىزىق تارتماق.

**جُدُولٌ:** پاچاق سۆڭىكى ، پۇت سۆڭىكى.

**جَدْوَى:** پايدا ، مەنپەئەت ؛ سوۋغات ، ھەدىيە ؛ ئومۇمىيۈزلۈك ياغقان يامغۇر.

**«لَيْسَ مِنَ الْحِكْمَةِ الْإِشْتِغَالُ بِمَا تَقِلُّ جَدْوَاهُ مِنَ الْأُمُورِ» :** پايدىسىز ئىشلار بىلەن شۇغۇل- لىنىش ئاقىلانىلىق ئەمەس.

**عَلَى غَيْرِ جَدْوَى:** پايدىسىز ، ھېچقانداق مەنپەئە- تى يوق.

**جَدَى يَجْدِي جَدْيًا:** يېلىندى ؛ سوۋغات تەلەپ قىلدى.

**جَدْيٌ ج أَجْدٍ وجِدَاءٌ وجِدْيَانٌ:** ئوغلاق؛ قەدىمكى ئاسترونومىيە چۈشەنچىسىدە ئون ئىككى بۇرجنىڭ بىرى ، ( كېيىك شەكلىدە پەرەز قىلىنغان ) ، تاغ ئۆچكىسى ؛ كېيىك.

**جَدْيُ الْفَرْقَدِ:** تۆمۈر قوزۇق ، شىمال قۇتۇپ يۇلتۇزى.

**جَدِيبٌ:** قۇرغاق.

**جَدْيَةٌ ج جَدًى وجَدَيَاتٌ:** ئېگەر ، توقۇم.

**جَدِيْدٌ ج جُدُدٌ م جَدِيَدةٌ:** يېڭى ، يېڭىچە.

**جَاءَ الطَّلَبَةُ الْجُدُدُ مِنْ كُلِّ صَوبٍ وحَدْبٍ إِلَى مَعْهَدِنَا:** يېڭى ئوقۇغۇچىلار تەرەپ ـ تەرەپتىن ئىنستىتۇتىمىزغا كەلدى.

**اَلْجَدِيدَانِ:** كېچە بىلەن كۈندۈز.

**جَدِيْدًا مِنْ جَدِيْدٍ:** يېڭىدىن.

**جَدِيْرٌ بِكَذَا:** لايىق ، ئەرزىمەك ، كېرەك ، لازىم ؛ قىممىتى بار.

**جَدِيْرٌ بِالذِّكْرِ:** تىلغا ئېلىشقا ئەرزىيدۇ.

**«هَذِهِ فِكْرَةٌ جَدِيرَةٌ بِالدَّرْسِ وَالْمُنَاقَشَةِ» :** بۇ تەتقىق ۋە مۇزاكىرە قىلىپ بېقىشقا لايىق پىكىردۇر.

**جَدِيْرٌ وَجَدِيْرَةٌ ج جَدَائِرُ:** قوتان ، ئېغىل ؛ قوروق ، قوروز.

**«لَيْسَتْ عِنْدِي أَيَّةُ خِبْرَةٍ جَدِيرَةٍ بِالذِّكْرِ» :** مېنىڭ تونۇشتۇرغۇدەك ھېچقانداق تەجرىبەم يوق.

**جُدَيْرِيٌّ:** سۇ چېچەك ، ئاقئانام.

**جَدِيْلٌ ج جُدُلٌ:** تېرە ياكى يۇڭدىن ئېشىلگەن چۇلۋۇر.

**جَدِيْلَةٌ ج جَدَائِلُ:** يول ، ھالەت، قەبىلە، تەرەپ، ئىرادە.

**جَذَاذٌ وجُذَاذَةٌ ج جُذَاذَاتٌ:** پارچە ، ئۇۋاق ، پۇرۇچ.

**«فَجَعَلَهُمْ جُذَاذًا» «قرآن» :** ئىبراھىم بۇتلارنى چېقىپ پارچە ـ پارچە قىلىۋەتتى.

**جُذَاذَةٌ:** كىچىك كۈمۈش پارچىسى.

**جُذَاذَاتٌ:** كېسىلگەن نەرسە ، ئىنچىكە نەرسە ، ئۇششاق نەرسە ؛ قىيىۋېلىنغان قەغەز پارچىلىرى ( گېزىت ـ ژۇرنالنىڭ )

**جُذَامٌ:** ماخاۋ ، جۇزام كېسىلى.

**جُذَامَةٌ:** ئېگىز (يەرنىڭ).

**جَذَبَ يَجْذِبُ جَذْبًا:** تارتتى ، سۆزدى ، سۆرىدى ، دىققىتىنى جەلپ قىلدى.

**«جَذَبَ الْغَرِيقَ إِلَى الشَّاطِىءِ مِنْ يَدِهِ» :** سۇ ئېقىتىپ كەتكەن ئادەمنى ئىككى قولىدىن تۇتۇپ قىرغاققا تارتتى.

**«كَانَ الشَّاعِرُ يَجْذِبُ إِنْتِبَاهَ الْمُسْتَمِعِينَ بِإِلْقَائِهِ وَحَرَكَاتِهِ» :** شائىر شېئىرنى دېكلاماتسىيە قىلىپ ئوقۇشى ۋە ھەرىكەتلىرى بىلەن ئۆزىگە تىڭشىغۇچىلارنىڭ دىققىتىنى جەلپ قىلىۋالدى.

**جَذْبٌ:** تارتماق ، سۆرىمەك ؛ جەلپ قىلماق.

**جَذْبَةٌ ج جَذَبَاتٌ:** تارتىلىق ؛ يىراق مۇساپە ؛ ئۇرچۇق ، يىپ.

**جَذْبِيَّةٌ:** تارتىش كۈچى ، جەلپ قىلىش كۈچى ، سېھرىي كۈچ.

**جَذَّ يَجُذُّ جَذًّا:** كەستى ، سۇندۇردى ، ئۈزۈۋەتتى.

**جَذَّاءُ:** سۇنۇپ كەتكەن قول ياكى چىش.

**جَذَّابٌ:** جەلپ قىلغۇچى ، تارتقۇچى ، جەلپكار ، ماگنىتلىق تارتىش كۈچىگە ئىگە ؛ تەسىرلىك.

**شَخْصِيَّةٌ جَذَّابَةٌ:** جەلپكار شەخس.

**جَذَّرَ يُجَذِّرُ تَجْذِيرًا:** قومۇردى ، قومۇرۇۋەتتى ، يۇلۇۋەتتى ، تۈپ يىلتىزىدىن يوقاتتى.

**جَذَّفَ يُجَذِّفُ تَجْذِيفًا الْقَارِبَ:** كېمە ھەيدىدى ، پالاق بىلەن كېمىنى ماڭغۇزدى.

**جَذَّفَ الشَّيْءَ:** مەلۇم بىر نەرسىنى كەستى.

**جَذَّمَ يُجَذِّمُ تَجْذِيمًا:** كەستى ، كېسىۋەتتى ، چاپتى.

**جَذَرَ يَجْذُرُ جَذْرًا:** قومۇردى ، قومۇرۇۋەتتى ، يۇلۇۋەتتى ، تۈپ يىلتىزىدىن يوقاتتى.

**جَذْرٌ وجِذْرٌ ج جُذُورٌ:** يىلتىز ، تۈپ ، ئاساس، نېگىز.

**جَذْرِيٌّ و جِذْرِيٌّ:** كۋادرات يىلتىز، ئىككىنچى دەرىجىلىك يىلتىز؛ كېلىپ چىقىش مەنبەسى، باشلىنىش ، ئاساسى.

**جَذْرِيَّةٌ:** رادىكالىزم.

**تَحَوُّلَاتٌ جَذْرِيَّةٌ:** تۈپ ئۆزگىرىشلەر.

**جَذَعَ يَجْذَعُ جَذْعًا الشَّيْءَ:** مەلۇم بىر نەرسىنى سۇركىدى ، ئەيلىدى.

**جَذَعَ الدَّابَّةَ:** بوغۇز بەرمەي سولاپ قويدى.

**جَذَعَ عِيَالَهُ:** ئائىلىسىنىڭ تەمىناتىنى قىسىپ قويدى ، تەمىناتىنى ئۈزۈپ قويدى.

**جَذَعَ بَيْنَ الْجَمَلَيْنِ:** ئىككى تۆگىنى چاتتى.

**جَذَعٌ ج جِذَاعٌ و جُذْعَانٌ:** يىگىت؛ ياش ؛ تۆگىنىڭ بەش ياشقا ، ئات ، كالىنىڭ ئۈچ ياشقا ، قوينىڭ سەككىز ئايغا ، ئۆچكىنىڭ بىر ياشقا توشقانلىرىغا قارىتا ئىپتىلىدۇ.

**أُمُّ الْجَذَعِ:** بالايىئاپەت.

**جِذْعٌ ج جُذُوعٌ وأَجْذَاعٌ:** غول ، جىسىم ، گەۋدە ، بەدەن ، تەن.

**جِذْعُ الشَّجَرَةِ:** دەرەخنىڭ غولى.

**«ولَأُصَلِّبَنَّكُمْ فِي جُذُوعِ النَّخْلِ» «قرآن»:** سىلەرنى چوقۇم خورما دەرەخلىرىگە ئاسىمەن.

**جَذَقَ يجْذِقُ جَذْقًا:** ئالدىرىدى.

**جَذَقَ الطَّائِرُ فِي طَيَرَانِهِ:** قۇش تېز ئۇچتى.

**جَذَقَ الشَّيْءَ:** مەلۇم بىر نەرسىنى تارتتى ، جەلپ قىلدى.

**جَذَقَ السَّفِينَةَ:** كېمىنى پالاق بىلەن ماڭدۇردى.

**جَذَقَ الْقَارِبَ:** قولۋاقنى ھەيدىدى ، پالاق ئۇردى ، كېمە ھەيدىدى.

**جَذَفَتِ السَّمَاءُ:** قار ياغدى.

**جَذَفَتِ الْمَرْأَةُ:** ئايال قىسقا قەدەم بىلەن ماڭدى ، يېنىك قەدەم تاشلاپ ماڭدى.

**جَذَلَ يَجْذُلُ جُذُولًا:** تىك تۇردى ، ئۆرە تۇردى.

**جَذِلَ يَجْذَلُ جَذَلًا:** خۇشال بولدى، شادلاندى.

**جِذْلٌ ج جِذَالٌ وأَجْذُلٌ وُجُذُولٌ وجُذُولَةٌ وأَجْذَالٌ:** تۈپ، ئەسلى.

**جِذْلُ الشَّجَرَةِ:** دەرەخ يىلتىزى؛ كۆتمىكى.

**جِذْلٌ وجَذْلَانٌ ج جُذْلَانٌ م جَذِلَةٌ وجَذْلِيٌّ:** خۇشال ، شادلانغۇچى ، مەمنۇن ؛ تاغ چوققىسى.

**جَذَمَ يَجْذِمُ جَذْمًا الشَّيْءَ:** مەلۇم بىر نەرسىنى كەستى ، كېسىۋەتتى ، چاپتى.

**جَذِمَ يَجْذِمُ جَذْمًا الْيَدُ:** قول ئۈزۈلدى ، كېسىلدى.

**جُذِمَ:** ماخاۋ كېسىلىگە گىرىپتار بولدى.

**جِذْمٌ وجَذْمٌ ج جُذُومٌ و أَجْذَامٌ:** يىلتىز ، كۆتەك.

**«لَمْ يَكُنْ رَجُلٌ مِنْ قُرَيْشٍ إِلَّا لَهُ جِذْمٌ بِمَكَّةَ» «حديث»:** مەككىدە ئۇرۇغ - ئەۋلادى يوق بىرەر قۇرەيشلىكنى تاپقىلى بولمايدۇ.

**جِذْمُ الرَّجُلِ:** ئائىلە تاۋابىئات ، خىش - ئەقرىبالىرى.

**جِذْمُ الْأَسْنَانِ:** چىش يىلتىزى.

**جِذْمَةُ الشَّجَرَةِ:** دەرەخنىڭ كۆتىكى.

**جُذْمُورُ الشَّجَرَةِ:** دەرەخنىڭ كۆتىكى.

**جَذْوَةٌ ج جِذَاءٌ وَجُذًى:** يالقۇنجاپ تۇرغان چوغ ؛ قىزىل ياقۇت.

**جَرُؤَ يَجْرُؤُ جَرَاءَةً وجُرْأَةً وجُرَةً وجَرَائِيَّةً:** جۈرئەت قىلدى ، پېتىندى.

**جِرَاءٌ:** قىزلىق دەۋرى.

**مِنْ جَرَاكَ أَوْ جَرَائِكَ:** سېنىڭ تۈپەيلىڭدىن ، سېنىڭ سەۋەبىڭدىن.

**فَعَلْتُ ذَلِكَ مِنْ جَرَائِكَ:** سېنىڭ سەۋەبىڭدىن قىلدىم.

**جِرَابٌ ج أَجْرِبَةٌ وجُرُبٌ وجُرْبٌ:** تۇلۇم ؛ غىلاپ ؛ خالتا ؛ خۇرجۇن.

**جِرَابُ السَّيْفِ:** قىلىچ غىلاپى.

**جِرَابُ الْفَرْدِ:** تاپانچا غىلاپى.

**جُرَابٌ ج جَوَارِبُ وجُرَابَاتٌ:** ئۇزۇن پايپاق؛ ئوروقدان خالتىسى ، تاشاق.

**جُرْأَةٌ. جَرَاءَةٌ:** باتۇرلۇق ، غەيرەت ، جۈرئەت ، جاسارەت.

**جَرَاجٌ ج جَرَاجَاتٌ:** گاراژ ، ماشىنا ئىسكىلاتى ، ماشىنا قويۇش ئۆيى.

**جِرَاحَةٌ ج جِرَاحٌ وجِرَاحَاتٌ:** يارا ، جاراھەت.

**جِرَاحَةٌ:** تاشقى كېسەل ئىلمى ؛ تاشقى كېسەللىك بۆلۈمى ؛ تاشقى كېسەللەر ؛ تاشقى كېسەللەر ئوپېراتسىيىسى.

**جِراحَةُ التَّجْمِيلِ:** ھۆسن تۈزەش ئوپېراتسىيىسى.

**عَمَلِيَّةٌ جِرَاحِيَّةٌ:** ئوپېراتسىيە قىلىش ، ئوپېراتسىيە.

**غُرْفَةُ الْعَمَلِيَّةِ الْجِرَاحِيَّةِ:** تاشقى كېسەللەر ئوپېراتسىيە بۆلۈمى.

**إِسْتَغْرَقَتِ الْعَمَلِيَّةُ الْجِرَاحِيَّةُ سَاعَةً وَاحِدَةً:** ئوپېراتسىيە بىر سائەت داۋاملاشتى.

**جُرَادَةٌ:** قوۋزاق ، دەرەخ قوۋزىقى.

**جُرَازٌ:** ئۆتكۈر قىلىچ.

**جُرَاشَةٌ:** قاشلىنغاندا ياكى تاتىلىنغاندا چۈشكەن كېپەك.

**جُرَاضِمٌ:** يوغان قورساق ؛ ئاچكۆز ئادەم ، ئىنتايىن ئاچكۆز.

**جَرَاعَةٌ:** باتۇر ، قورقماس.

**جُرَاقٌ:** ھەممىنى تۈگەتكۈچى ، ھەممە نەرسىنى سىلىپ ماڭغۇچى.

**مَوْتٌ جُرَاقٌ:** كۆپىنىڭ بېشىغا كەلگەن ئۆلۈم.

**سَيْلٌ جُرَاقٌ:** ھەممىنى ئېقىتىپ كەتكەن كەلكۈن.

**جُرَافِسٌ:** شىر.

**جَرَامِزٌ:** بەدەن ، تەن ؛ پۇت ، پاچاق.

**جِرَانٌ ج أَجْرِنَةٌ وجُرْنٌ:** تۆگە بويىنىنىڭ ئىچى تەرىپى.

**أَلْقَى عَلَيْهِ الْبَعِيرُ جِرَانَهُ:** تۆگە چۆك بولدى.

**جِرَايَةٌ ج جِرَايَاتٌ:** ئايلىق ياردەم پۇل.

**نِظَامُ الْجِرَايَاتِ عَلَى الشَّيْءِ:** نەرسە بىلەن تەمىنلەش تۈزۈمى.

**جِرَايَةُ الْعَسَاكِرِ:** ئوزۇق ـ تۈلۈك ، ئەسكەرلەر تەمىناتى.

**جَرَايَةٌ. جِرَاءٌ:** قىزلىق دەۋرى.

**جَرِبَ يَجْرَبُ جَرَبًا:** قوتۇر كېسىلىگە دۇچار بولدى ، قىچىشقاق بولدى.

**جَرَبٌ:** تەمرەتكە ، قوتۇر كېسىلى.

**جَرَبٌ و جَرْبَانٌ:** قىچىشقاق ، قوتۇر.

**جَرِبٌ ج جَرَاجِبُ:** چوڭ تۆگە.

**جِرْبَانٌ. جُرُبَانٌ. جُرُبَّانٌ. جَرَبَّانٌ وجِرِبَّانٌ:** (تۆمۈر-نىڭ ) دات ؛ كۆڭلەكنىڭ ياقىسى.

**جَرْبُوعٌ ج جَرَابِيعُ:** لەڭگەرتاقتاق ، يالمانتاق ؛ سەرگەردان.

**جَرْثَمَ يُجَرْثِمُ جَرْثَمَةً:** مىكروب يۇقتى ، باكتېرىيىلىك يۇقۇملاندى ، مىكروبلاندى ، يۇقۇملاندى.

**جُرْثُومَةٌ ج جَرَاثِيمُ:** ئۇرۇق ، ئۇرۇق ، بىخ ؛ تەگ ، مەنبە ؛ مىكروب ، مىكروئورگانىزم.

**«وَقَدْ نَجَحَ الْجَيْشُ فِي قَمْعِ الْفِتْنَةِ وَاسْتِئْصَالِ جُرْثُومَتِهَا» :** قوشۇن پىتنە ـ پاساتنى بېسىقتۇرۇش ۋە ئۇنى تۈپ يىلتىزىدىن قومۇرۇۋېتىشتا مۇۋەپپەقىيەت قازاندى.

**فَنُّ الجَرَاثِيمِ و عِلْمُ الجَرَاثِيمِ:** باكتېرىئولوگىيە.

**حَرْبُ الْجَرَاثِيمِ. اَلْحَرْبُ الْجُرْثُومِيَّةُ:** باكتېرىيە ئۇرۇشى.

**جُرْثُومِيٌّ:** باكتېرىيىلىك ، باكتېرىيىگە ئائىت.

**جَرِجَ يَجْرَجُ جَرَجًا:** مەردانە قەدەم تاشلىدى.

**جَرْجَارٌ:** تۆگىنىڭ بوغۇزىدىن چىققان ئاۋاز.

**جُرْجَةٌ:** تېگى كەڭ ، ئۈستى تار تۇلۇم.

**جَرْجَرَ يُجَرْجِرُ جَرْجَرَةً الْجَمَلُ:** تۆگە بوقۇرىدى؛ بوتىلىدى ، ئۆكىدى.

**جَرْجَرَ الْمَاءَ فِي حَلْقِهِ:** سۇنى ئاغزىدا غار ـ غار قىلدى.

**جَرْجَرَ الرَّعْدُ:** ھاۋا گۇلدۇرلىدى.

**جَرْجَرَ الْكَلْبُ:** ئىت ھاۋشىدى ، ئىت قاۋىدى.

**جَرْجَرٌ:** خامان تېپىش ماشىنىسى ؛ تولۇق.

**جُرْجُرٌ ج جَرَاجِرُ:** چوڭ تۆگە.

**جِرْجِرٌ:** دادۇر.

**جَرْجَرَةٌ:** ۋاراڭ ـ چۇرۇڭ ، شاۋقۇن ـ سۈرەن.

**جِرْجِيرٌ:** قىچا.

**جِرْجِيرُ الْمَاءِ:** سۇنىڭ شىرىلدىشى.

**جَرَحَ يَجْرَحُ جَرْحًا:** يارىلاندۇردى ، جاراھەتلەندۈردى.

**جَرَحَهُ بِلِسَانِهِ:** تىللىدى.

**جَرَحَ الشَّيْءَ:** مەلۇم بىر نەرسىگە ئېرىشتى ، ئىگە بولدى ، تاپتى.

**جَرَحَ الْإِحْسَاسَاتِ:** رەنجىتتى ؛ مەيۈسلەندۈردى ، قايغۇرغۇزدى ، ھېسسىياتىغا تەگدى.

«أَثَارَتْ هَذِهِ الْأَعْمَالُ غَضَبَ كَثِيرٍ مِنَ النَّاسِ وَجَرَحَتْ عَوَاطِفَهُمْ» : بۇ ئىشلار نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ غەزىپىنى قوزغىدى ۋە ئۇلارنىڭ ھېسسىياتىغا تەگدى.

«وَهُوَالَّذِي يَتَوَفَّاكُمْ بِاللَّيْلِ وَيَعْلَمُ مَاجَرَحْتُمْ بِالنَّهَارِ» «قۇرئان» : ئاللاھ سىلەرنى كېچىسى ئۇخلىتىدۇ ، كۈندۈزدىكى قىلغان ئىشلىرىڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ.

جُرْحٌ ج جُروحٌ وأَجْرَاحٌ: يارا ، جاراھەت.

جَرَدَ يَجْرُدُ جَرْدًا الْعُودَ: ياغاچنىڭ قوۋزىقىنى سويدى، يالىڭاچلىدى.

جَرَدَ يَجْرُدُ جَرْدًا السَّيفَ: قىلىچنى قىنىدىن چىقاردى.

جَرِدَ يَجْرَدُ جَرَدًا: تۈكسىز بولدى.

جَرِدَ الْمَكَانُ: جاي چېكەتكە ئاپىتىگە ئۇچرىدى.

جَرِدَ الثَّوْبُ: كىيىم كونىرىدى.

جَرِدَتِ الْأَرْضُ: زېمىن قاقاس بولۇپ كەتتى، زېمىن چۆللىشىپ كەتتى.

جُرِدَ الزَّرْعُ: زىرائەتكە چېكەتكە چۈشتى.

جَرْدٌ وَ جَرَدٌ ج جُرُودٌ وَأَجَارِدُ: قاقاس يەر ، گىياھسىز يەر.

اَلثَّوْبُ الْجَرَدُ: ئەسكى كىيىم.

جَرْدَاءُ: قۇرغاق يەر ، تاشلاندۇق يەر.

«إِنَّهُمْ قَدْ حَوَّلُوا الْأَرَاضِيَ الْجَرْدَاءَ إِلَى أَرَاضٍ خَصْبَةٍ بِجُهُودِهِمِ الدَّائِبَةِ» : ئۇلار ئوت - گىياھ ئۈسمەيدىغان تاشلاندۇق يەرلەرنى ئۆزلىرىنىڭ قاتتىق تىرىشچانلىقى بىلەن مۇنبەت يەرلەرگە ئايلاندۇردى.

جَرْدَقٌ. جَرْدَقَةٌ ج جَرادِقُ: توقاچ ، گىردە نان، بولكا.

جَرْدَلٌ ج جَرَادِلُ: چېلەك ، تۇڭ.

جُرَذٌ ج جِرْذَانٌ: چوڭ چاشقان ، كۆسۈتكە ، سېرىق چاشقان.

جَرِذٌ م جَرِذَةٌ: چاشقانلىق ، چاشقان كۆپ جاي.

جَرَّ يَجُرُّ جَرًّا: تارتتى ، سۆرىدى.

«كُلٌّ يَجُرُّ النَّارَ إِلَى قُرْصِهِ» : ھەر ئادەم ئۆز كۆمىچىگە چوغ تارتىدۇ.

جَرَّ عَلَى قَدَمَيْهِ: پۇتىنى سۆرەپ ماڭدى.

جَرَّ الْهَوَاءَ: ھاۋانى سۈمۈردى.

جَرَّ الْمِيَاهَ إِلَى: ... غا سۇ باشلىدى.

جَرَّ إِلَى الْهَلَاكِ: ھالاكەتكە ئېلىپ باردى.

جَرَّ عَلَى نَفْسِهِ الْمَتَاعِبَ: ئۆزىگە ئاۋارىچىلىك تېپىۋالدى.

جَرَّ عَلَى: ... غا، گە ئېلىپ كەلدى.

«هَذِهِ الْمُحَاوَلَاتُ فِى التَّجْدِيدِ جَرَّتْ عَلَيْهِ عَدَاوَاتٍ كَثِيرَةً» : ئۇنىڭ يېڭىلىقتا ئۇرۇنۇشلىرى نۇرغۇن دۈشمەنلىكلەرنى ئېلىپ كەلدى.

جَرُّ الْأَثْقَالِ: ماشىنىسازلىق ئىلمى ، مېخانىكا.

هَلُمَّ جَرًّا: شۇنداق، قاتارلىق، ۋەھاكازا ۋە باشقىلار.

جِرٌّ: چاغ - چاغ ( ئىتتقا قارىتا ئېيتىلىدۇ. )

جَرَّأَيْجَرِّأُتَجْرِيئًا: ئىلھام بەردى، روھلاندۇردى.

جَرَّاءٌ: يۇگۇرگۈچى ، چاپقۇچى.

مِنْ جَرَّاءِ ذَالِكَ: بولغانلىقتىن ، تۈپەيلىدىن ، سەۋەبتىن ، . . . لىقتىن ، چۈنكى ؛ سەۋەبلىك.

«اِزْدَادَ التَّوَتُّرُ فِي مِنْطَقَةِ الْخَلِيجِ مِنْ جَرَّاءِ الْحَرْبِ الْإِيْرَانِيَّةِ الْعِرَاقِيَّةِ» : ئىران ئىراق ئۇرۇشى تۈپەيلىدىن ئەرەب قولتۇقىدا ۋەزىيەت جىددىيلىشىپ كەتتى.

«لَقَدْ أَصْبَحَ الْجَوُّ بَارِدًا وَالْمَرْأُ يَشْعُرُ بِالْقُشَعْرِيرَةِ مِنْ جَرَّاءِ هُبُوبِ الرِّيَاحِ» : ھاۋا سوغۇق بولۇپ كەتتى ، شامالنىڭ دەستىدىن كىشى تىترىمەكتە.

جَرَّاحٌ ج جِرَاحِيٌّ: تاشقى كېسەللەر دوختۇرى.

جَرَّادٌ. جَرَّادَةٌ: چېكەتكە.

جَرَّادُ الْبَحْرِ: راك ، قىسقۇچ پاقا.

جَرَّارٌ: قوشۇن ، زور قوشۇن.

جَرَّارَةٌ: سېرىق ئېشەك ، گېزەندە ، چايان ؛ تراكتور.

جَرَّارَةُ الْمَرْكَبِ: كېمە ئارغامچىسى ، يەلكەن

ئارغامچىسى.

**جَرَّارَةُ الْمَرَاكِبِ:** سۆرىگۈچى كېمە، ماتورلۇق سۆرىگۈچى كېمە.

**جَرَّارَةٌ كَهْرَبَائِيَّةٌ:** ئېلېكترونلۇق سۆرەش ماشىنىسى.

**جَرَّافَةٌ ج جَرَّافَاتٌ:** تىرنا، سۆرەم.

**جَرَّافَةُ الثَّلْجِ:** قار تازىلاش ماشىنىسى.

**جُرَّافَةٌ:** چۆمۈچ، ساپلىق، قوشۇق؛ سۈپۈرگە.

**جَرَّبَ يُجَرِّبُ تَجْرِبَةً وَتَجْرِيبًا:** سىناق قىلدى، تەجرىبە قىلدى، سىنىدى.

**جِرَّةٌ:** بوغۇز.

**جُرَّةٌ ج جُرَرٌ:** ئىز، ئاياغ ئىزى، پۇت ئىزى.

**جَرَّةٌ ج جَرَّاتٌ وَجَرٌّ جِرَارٌ:** كوپ، ساپال قاچا، ئىدىش.

**«مَافِي كُلِّ مَرَّةٍ تَسْلَمُ الْجَرَّةُ»:** كوزا كۈندە سۇنمايدۇ.

**جَرَّحَ يُجَرِّحُ تَجْرِيحًا عَدُوَّهُ:** دۈشمىنىنى يارىلادۇردى.

**جَرَّحَ الشَّاهِدَ:** گۇۋاھچىنى قارىلىدى.

**جَرَّحَهُ:** ئۇنى رەنجىتتى.

**«شَقَّ عَلَيْهِ أَنْ يُجَرِّحَ صَدِيقَهُ فَانْبَرَى لِلدِّفَاعِ عَنْهُ»:** دوستىنىڭ رەنجىتىلىشى ئۇنىڭغا ئېغىر تۇيۇلدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇنى قوغداشقا ئاتلاندى.

**جَرَّدَ يُجَرِّدُ تَجْرِيدًا وَبِهِ:** ئۇنى سويدى، ئۇنى تارتتى.

**جَرَّدَ مِنْ كَذَا:** مەھرۇم قىلدى، تارتىۋالدى.

**جَرَّدَ مِنَ السِّلَاحِ:** قورالسىزلاندۇردى.

**جَرَّدَ السَّيْفَ:** قىلىچنى سۇغۇرۇپ چىقاردى.

**جَرَّدَ الْجِلْدَ:** تېرىنى سويدى.

**جَرَّدَ الْعُودَ:** ياغاچنىڭ قوۋزىقىنى سويدى، يالڭاچلىدى.

**جَرَّدَ قَلَمَهُ:** قەلىمىنى ئىشقا سالدى.

**«جَرَّدَتْهُ الْحُكُومَةُ مِنْ حُقُوقِ الْمُوَاطَنَةِ أَوِ الْجِنْسِيَّةِ»:** ھۆكۈمەت ئۇنى پۇقرالىق ھوقۇقىدىن مەھرۇم قىلدى.

**«جَرَّدَتْهُ الْمَحْكَمَةُ مِنْ جَمِيعِ مُمْتَلَكَاتِهِ»:** سوت ئۇنى پۈتۈن مال-مۈلكىدىن مەھرۇم قىلدى.

**جَرَّسَ يُجَرِّسُ تَجْرِيسًا:** چېنىقتۇردى، تاۋلىدى؛ سىنىدى، تەجرىبە قىلدى؛ تۆھمەت قىلدى.

**جَرَّشَ يُجَرِّشُ تَجْرِيشًا الرَّأْسَ:** باش تارىدى؛ بېشىنى قاشلىدى.

**جَرَّعَ يُجَرِّعُ تَجْرِيعًا الْمَاءَ:** سۇنى بىر يۇتۇم بىر يۇتۇمدىن ئىچۈردى.

**جَرَّمَ يُجَرِّمُ تَجْرِيمًا:** جىنايەتنى ئارتتى، جىنايەت ئۈستىدىن شىكايەت قىلدى.

**جَرَّنَ يُجَرِّنُ تَجْرِينًا الْحَصِيدَ:** ئۆنچە دۆۋىلىدى، تويلىدى.

**جَرَّى يُجَرِّي تَجْرِيًا الْمَاءَ:** سۇنى ئاققۇزدى.

**جَرِّيَّةٌ:** پوكان، دانلىق.

**جَرَزَ يَجْرُزُ جَرْزًا الشَّيْءَ:** كېسىپ تاشلىدى، تۈپ يىلتىزىدىن يوقاتتى.

**جَرَزَ الْجَرَادُ الْأَرْضَ:** چېكەتكە زىرائەتنى يەپ قۇرۇتۇۋەتتى.

**جَرَزَهُمُ الزَّمَانُ:** زامان ئۇلارنى ھالاك قىلدى.

**جَرَزَ يَجْرُزُ جَرَازَةً:** ئاماقنى تېز يېدى.

**جَرْزٌ:** قەھەتچىلىك يىلى.

**جُرْزٌ ج أَجْرَازٌ:** قاغجىراق يەر.

**«أَوَلَمْ يَرَوا أَنَّا نَسُوقُ الْمَاءَ إِلَى الْأَرْضِ الْجُرُزِ»**

(قۇرئان): ئۇلار كۆرمەمدۇكى، بىز گىياھسىز زېمىنغا يامغۇر سۈيىنى سۈرۈپ ئېلىپ بارىمىز.

**جَرَسَ يَجْرِسُ جَرْسًا:** سۆزلىدى، ئاۋاز چىقاردى.

**جَرَسَتِ الْبَقَرَةُ وَلَدَهَا:** كالا موزىيىنى يالىدى.

**جَرَسَتِ النَّحْلُ الزَّهْرَ:** ھەسەل ھەرىسى شىرنا يىغدى.

**جَرَسَ الطَّائِرُ:** قۇش سايرىدى.

**جَرَسٌ ج أَجْرَاسٌ:** قوڭغۇراق، زىل؛ ئاۋاز، ئاۋۇش؛ شاۋقۇن؛ قوڭغۇراق ئاۋازى.

جَرَسٌ كَهْرَبِيٌّ: توك قوڭغۇراق، ئېلېكتىر قوڭغۇراق.

جَرَسُ الْخَطَرِ أَوِ التَّحْذِيرِ: سىگنال.

جَرَسُ الْمَوْتِ: ماتەم سىگنالى.

«أَفَاقَ مَذْعُورًا عَلَى صَوْتِ جَرَسِ السَّاعَةِ الْمُنَبِّهَةِ»: قوڭغۇراقلىق سائەتنىڭ ئاۋازىدىن ئۇ چۆچۈپ ئويغىنىپ كەتتى.

ذَاتُ الْأَجْرَاسِ: قوڭغۇراق ئاۋازىدەك ئاۋاز چىقىرىدىغان بىر تۈرلۈك يىلان، شالدىراق يىلان.

جَرْسٌ و جِرْسٌ ج أَجْرَاسٌ: ئاۋاز.

جَرْسٌ صَغِيرٌ: كولدۇرما.

جُرْسَةٌ: ئەيىبلەش، تەنقىد قىلىش.

جَرَسِيٌّ: قوڭغۇراقسىمان، قوڭغۇراق كەبى، قوڭغۇراقتەك.

جَرَشَ يَجْرُشُ و يَجْرِشُ جَرْشًا الشَّيْءَ: سوقتى، يەنچىدى، ئۇۋىدى؛ ئۇۋۇلىدى؛ قاشلىدى.

جَرَشَ الْجِلْدَ: تېرىنى ئۇۋۇلىدى.

جَرْشٌ ج أَجْرَاشٌ وَجُرُشٌ وَ جُرُوشٌ: قاتتىق - قۇرۇق نەرسىلەرنى يېگەن ۋاقىتتا چىققان ئاۋاز.

جَرِشٌ: قوپال ئاۋاز، سەت ئاۋاز.

جَرَضَ يَجْرُضُ جَرْضًا: تۇنجۇقتۇردى، بوغدى، سىقتى؛ دېمى سىقىلدى.

جَرِضَ يَجْرَضُ و يَجْرِضُ جَرَضًا بِرِيقِهِ: تۈكۈرۈكىنى تەستە يۇتتى.

جَرِضَ يَجْرَضُ جَرَضًا: غەم - قايغۇ ياكى غەزەپتىن بوغۇلدى.

جَرَضٌ ج أَجْرَاضٌ: تۈكۈرۈك؛ بوغۇلۇش، تۇنجۇقتۇرۇش.

جَرَعَ يَجْرَعُ و جَرِعَ يَجْرَعُ جَرَعًا: ئاران يۇتتى، تەستە يۇتتى.

جَرَعَ: سۇنى بىراقلا ئىچىۋەتتى، بىراقلا يۇتۇۋەتتى.

جِرْعٌ: توم ئارغامچا، ئارقان.

جُرْعَةٌ وجَرْعَةٌ وجِرْعَةٌ ج جُرَعٌ: بىر يۇتۇم، بىر ئوتلام.

«شَرِبَ دَوَاءَهُ جُرْعَةً وَاحِدَةً»: دورىسىنى بىر يۇتۇم ئىچتى.

جَرْعَةٌ. جُرْعَةٌ: قۇرغاقچىلىق؛ قۇرغاق.

جَرْعَةٌ جَرْعَاءُ: قاقاس چۆل.

جَرَفَ يَجْرُفُ جَرْفًا الشَّيْءَ: مەلۇم بىر نەرسىنى يىمىرىدى، تۆكەتتى؛ تازىلىدى، سۈپۈرۈپ تاشلىدى، ئۈستى.

جَرَفَ الْفَحْمَ بِالْمِجْرَفَةِ: كۆرەك بىلەن كۆمۈر ئۈستى.

جُرُفٌ ج جِرَفَةٌ. جُرْفٌ ج أَجْرَافٌ: قىميا، تىك يار.

جُرُفُ النَّهْرِ: قىرغاق، دەريا قىرغىقى.

«أَفَمَنْ أَسَّسَ بُنْيَانَهُ عَلَى تَقْوَى مِنَ اللّٰهِ وَرِضْوَانٍ خَيْرٌ أَمْ أَسَّسَ بُنْيَانَهُ عَلَى شَفَا جُرُفٍ هَارٍ» (قرآن): بىناسىنى ئاللاھنىڭ تەقۋادارلىقى ۋە رازىلىقى ئاساسىغا قۇرغان ئادەم ياخشىمۇ ياكى ئۇنى يىقىلاي دەپ قالغان يارنىڭ گىرۋىكىگە قۇرغان ئادەممۇ؟

جُرُفِيٌّ: قويۇق ئوت - چۆپلۈك يايلاق.

جِرْفَاسٌ: شىر.

جَرْفَسَ جَرْفَسَةً الرَّجُلَ: كىشىنى يىقىتىۋەتتى.

جَرَمَ يَجْرِمُ جَرْمًا: تىرىكچىلىك قىلدى، كۈن كەچۈردى.

جَرَمَ يَجْرِمُ جِرَامًا: مېۋە يىغدى.

جَرَمَ يَجْرِمُ جَرِيمَةً: گۇناھ ئۆتكۈزدى، جىنايەت ئۆتكۈزدى.

جَرَمٌ ج جُرُومٌ: قولۋاق، قېيىق، چاتما كېمە؛ قاتتىق ئىسسىق جاي.

لَاجَرَمَ: دەرۋەقە، شەك - شۈبھىسىز، مۇقەررەر.

«لَاجَرَمَ أَنَّهُمْ فِي الْآخِرَةِ هُمُ الْخَاسِرُونَ» (قرآن): ئۇلار راستتىنلا ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىلاردۇر.

جِرْمٌ أَجْرَامٌ و جُرْمٌ وجُرُومٌ: جىسىم، بەدەن، تەن.

اَلْأَجْرَامُ الْفَلَكِيَّةُ. اَلْأَجْرَامُ السَّمَاوِيَّةُ: ئاسمان جىسىملىرى.

جِرِمٌ: گەۋدىلىك، باتۇر.

**جَرِمٌ:** جىنايەتچى ، گۇناھكار.

**جُرْمُوزٌ:** بۆرىنىڭ ئەركەك كۈچۈكى ؛ كىچىك ئۆي.

**جُرْمُوقٌ:** كالاچ ، رىزىنكە كەش.

**جَرَمِيْزٌ ج جَرَامِيزُ:** بەدەن ، تەن ؛ پۇت ، پاچاق.

**ضَمَّ الثَّوْرُ جَرَامِيزَهُ:** ئۆكۈز پۇتىنى يىغىۋالدى.

**ضَمَّ جَرَمِيْزَهُ:** ئالدى - كەينىگە يۈگۈردى، ئۇ ياق- بۇ ياققا ئۆرۈلدى.

**جَرَمِيٌّ:** گۇناھقا دائىر ، جىنايەتكە ئائىت.

**أَدَوَاتٌ جَرَمِيَّةٌ:** جىنايى پاكىتلار ، ماددىي ئىسپات.

**جُرْنٌ ج أَجْرَانٌ و جِرَانٌ:** خامان ، خامانلىق ؛ كۆل ، كۆلچەك.

**جِرْمَاسٌ:** چوڭ شىر.

**جِرْهَامٌ:** شىر ؛ ئارسلان.

**جَرْهَةٌ:** چەت ، ياقا.

**جَرْهَدَ يُجَرْهِدُ جَرْهَدَةً:** تېز ماڭدى ، جىددىي يۈرۈش قىلدى.

**جُرْهُمٌ:** قەدىمكى ئەرەبلەرنىڭ يەمەندە ياشىغان بىر قەبىلىسىنىڭ نامى.

**اَلْجَرُورُ:** چوڭقۇر قۇدۇق.

**جَرُوزٌ:** تاماقنى تېز يېگۈچى.

**جَرُوقٌ:** گۈرجەك ، كۈرەك ؛ ئوتۇغۇچ.

**جَرْوَلٌ ج جَرَاوِلُ:** تاش ؛ تاشلىق يەر.

**جَرَى يَجْرِي جَرْيًا وجَرَيَانًا وَجَرْيَةً:** ماڭدى ، يۈگۈردى ، چاپتى ؛ ماسلاشتى.

**جَرَى مَثَلًا:** داڭق چىقاردى ، شۆھرەت قازاندى.

**جَرَى الْمَاءُ:** سۇ ئاقتى.

**جَرَى بِهِ الْعَمَلُ:** ئىجرا قىلىندى ، يولغا قويۇلـ دى.

**جَرَى الْفَرَسُ:** ئات چاپتى.

**جَرَى الْأَمْرُ:** يۈز بەردى ، داۋام قىلدى.

**«صَدَرَ قَانُونٌ جَدِيدٌ،وَقَدْ جَرَى الْعَمَلُ بِهِ مُنْذُ الْيَوْمَ الْأَوَّلِ مِنْ صُدُورِهِ» :** يېڭى قانۇن چىقىرىلىپ ، ئۇ چىققان كۈندىن باشلاپ ئىجرا قىلىندى.

**جَرَتِ الْعَادَةُ:** ئادەتكە ئايلاندى.

**جَرَى لَهُ:** يۈز بەردى.

**«جَرَى لَهُ حَادِثٌ أَخَّرَهُ عَنِ الْحُضُورِ فِي الْمَوْعِدِ الْمُعَيَّنِ» :** ئۇنىڭغا بىر ۋەقە يۈز بېرىپ ، ئۇنىڭ بەلگىلەنگەن ۋاقىتتا يېتىپ كېلىشىنى كېچىكتۈردى.

**جَرَى مَجْرَاهُ:** ئۇنى ئۆلگە قىلدى ، ئۇنىڭ يولىدا ماڭدى.

**جَرَتِ الْعُمْلَةُ:** پۇل يۈرۈشتى ، پۇل ئاقتى.

**«كَانَ فِي مَوَاقِفِهِ الْعَلَنِيَّةِ يَجْرِي مَعَ التَّيَّارِ وَيُسَايِرُ الرَّأْيَ السَّائِدَ» :** ئۇ ئاشكارا مەيدانلاردا ئېقىمغا ماسلىشاتتى ۋە ئۈستۈنلۈك قازانغان قاراش ئىشقا قارىتا مادارا قىلىش ئۇسۇلىنى قوللىناتتى مادارا قىلاتتى.

**«كَانَ فِي عَمَلِهِ لَا يَجْرِي إِلَّا وَرَاءَ مَنَافِعِهِ الشَّخْصِيَّةِ» :** ئۇ ئۆز خىزمىتىدە پەقەت شەخسىي مەنپەئەت ئۈچۈنلا يۈگۈرۈپ يۈرۈيـ تتى.

**«تَجْرِي الرِّيَاحُ بِمَالَاتَشْتَهِي السُّفُنُ» :** شامال كېمىلەرنىڭ قارشى تەرىپىدىنمۇ چىقىپ قالىـ دۇ (ھەممە ئىش كۆڭۈلدىكىدەك بولىۋەر- مەيدۇ.)

**جَرْيٌ. جَرَيَانٌ:** يۈگۈرمەك ، يۈرۈشمەك ؛ ئاقماق ؛ ئىچى سۈرمەك ؛ جەريان ، ئۆتمۈش.

**«اَلْجَرْيُ الطَّوِيلُ مُفِيدَةٌ لِلصِّحَّةِ» :** ئۇزۇنغا يۈگۈرۈش تەن سالامەتلىككە پايدىلىق.

**عَلَى جَرْيِ الْعَادَةِ:** ئۆرپ - ئادەتكە ئاساسەن.

**جِرْيَالٌ:** ھاراق ، مەي.

**جَرِيءٌ ج أَجْرَاءٌ وأَجْرِءَاءُ:** جۈرئەتلىك ، غەيرەتـ لىك ، قەھرىمان ، باتۇر.

**جَرِيَّةٌ ج جَرَاءٌ:** قىسماق ، قاپقان ، سىرتماق، سالما ، كەمەن.

**جَرِيحٌ ج جَرْحَى:** يارىدار ، مەجرۇھ.

**جَرِيدٌ. جَرِيدَةٌ:** خورما دەرىخى ، خورما يوپۇرمى- قىنىڭ ساپىقى.

**جَرِيدَةٌ ج جَرَائِدُ:** گېزىت ؛ ئاخبارات.

**جَرِيدَةٌ يَوْمِيَّةٌ:** كۈندىلىك گېزىت.

**جَرِيدَةٌ مَسَائِيَّةٌ:** كەچلىك گېزىت.

**جَرِيدَةٌ صَبَاحِيَّةٌ:** ئەتىگەنلىك گېزىت.

**جَرِيْرَةٌ ج أَجِرَّةٌ:** چۇلۋۇر، ئارغامچا، تۆم ئارغامچا، ئارقان.

**جَرِيْرَةٌ ج جَرَائِرُ:** گۇناھ، جىنايەت.

**«لَا يُؤْخَذُ الْأَبْنَاءُ بِجَرِيْرَةِ آبَائِهِمْ» :** ئاتىلىرىنىڭ گۇناھ قىلغانلىقى بىلەن بالىلار جاۋابكارلىققا تارتىلمايدۇ.

**جِرِيْشٌ:** يارما.

**جَرِيضٌ ج جَرْضَى:** قايغۇ، غەم؛ قاتتىق غەم - قايغۇغا چۆمگەن.

**مَاتَ جَرِيْضًا:** غەم - قايغۇ بىلەن ئۆلدى.

**جَرِيمٌ ج جِرَامٌ:** گەۋدىلىك، جاسارەتلىك.

**جَرِيمَةٌ ج جَرَائِمُ:** گۇناھ، جىنايەت.

**جَرِيْنٌ ج جُرُنٌ :** خامان.

**جَزَأَ يَجْزَأُ جَزْءَ الشَّيْءِ:** ئايرىدى، بۆلدى، پارچىلىدى، تەقسىم قىلدى.

**جَزَأَ بِالشَّيْءِ :** قانائەت قىلدى، ئىنساپ قىلدى، كۇپايىلەندى.

**جُزْءٌ ج أَجْزَاءٌ :** پارچە، قىسىم، بۆلۈم؛ ئۈلۈش.

**«قَرَأَ كِتَابَ الْأَغَانِي جُزْءًا جُزْءًا» :** ئەغانى كىتابىنى پارچىمۇ پارچە ئوقۇپ چىقتى.

**«يَتَكَوَّنُ الْقُرْآنُ الْكَرِيمُ مِنْ ثَلَاثِينَ جُزْءًا» :** «قۇرئان كەرىم» 30 پارىدىن تەركىب تاپقان.

**جَزَا يَجْزِي جَزَاءً الشَّيْءَ:** قانائەتلەندۈردى، كۇپايىلەندۈردى، بىھاجەت قىلدى؛ مۇكاپاتلىدى.

**جَزَا الشَّخْصَ بِالْخَيْرِ:** مۇكاپاتلىدى.

**جَزَاكَ اللّٰهُ خَيْرًا:** ئاللاھ ساڭا ياخشىلىق ئاتا قىلسۇن.

**جَزَاهُ :** جازالىدى.

**جَزَاءٌ. جِزَاءٌ:** ھەق، ئەجىر؛ مۇكاپات، جازا؛ قىساس.

**«أُلْقِيَ فِي السِّجْنِ جَزَاءَ مَا جَنَتْ يَدَاهُ» :** ئۆتكۈزگەن جىنايەتلىرىگە جازا بېرىش يۈزىسىدىن تۈرمىگە تاشلاندى.

**«إِذَا فَعَلْتَ الْخَيْرَ نِلْتَ جَزَاءَهُ» :** ئەگەر سەن ياخشى ئىش قىلساڭ، ئۇنىڭ مۇكاپاتىغا ئېرىشىسەن.

**جَزَاءٌ نَقْدِيٌّ:** جەرىمانە.

**قَانُونُ الْجَزَاءِ :** جازالاش قانۇنى.

**جُزْأَةٌ :** بىگىزنىڭ تۇتقۇسى، پىچاقنىڭ سېپى؛ دىيەك.

**ٱلْجَزَائِرُ :** ئالجىرىيە.

**جَزَائِرِيٌّ:** ئالجىرىيىلىك؛ ئارال ئاھالىسى.

**جَزَائِيٌّ:** جازاغا مەنسۇپ؛ قىساس.

**مَحْكَمَةٌ جَزَائِيَّةٌ :** جىنايى ئىشلار سوت مەھكىمىسى.

**جُزَازَةٌ :** قىرقىلغان بىر تۇتام يۇڭ.

**جُزَافًا :** قالايمىقان، قارىغۇلارچە، خالىغانچە، قارىسىغا، كەلسە - كەلمەس.

**تَكَلَّمَ جُزَافًا:** قالايمىقان سۆز قىلدى، تاققا - تۇققا گەپ قىلدى.

**جَزَالَةٌ:** مول، كۆپ، يېتەرلىك، كەڭتاشا، پاراۋان.

**جَزَالَةُ الْمَنْطِقِ :** پاساھەتلىك، ئىخچام.

**جُزْئِيٌّ :** قىسمەن، ئايرىم، ئاز مىقداردا.

**جُزْئِيًّا :** قىسمەن.

**جُزْئِيَّاتٌ:** كاتەك، خانە؛ ئايرىم، تارماق؛ ئۇششاق - چۈششەك ئىش؛ تەپسىلات.

**جِزْبٌ ج أَجْزَابٌ :** قىسىم، بۆلۈم؛ ئەزا.

**جَزْجٌ :** سوۋغات، ھەدىيە.

**جَزْحَةٌ :** پارچە، بۆلەك.

**جِزْدَانٌ ج جِزْدَانَاتٌ :** پورتمال، قاپچۇق، ھەميان، كىچىك سومكا.

**جَزَرَ يَجْزُرُ وَيَجْزِرُ جِزْرًا و جَزَرًا وجِزَارًا الشَّاةَ:** قوينى بوغۇزلىدى، زەبھى قىلدى، سويدى.

**جَزَرَ يَجْزُرُ و يَجْزِرُ جَزْرًا:** سوغۇلدى، سىيلىكتى، پەسەيدى.

**جَزَرَ النَّخْلَةَ :** خورمىنى كەستى، پۇتىدى.

**جَزَرَ الْمَاءُ عَنِ الْأَرْضِ** : سۇ سىڭىپ كەتتى ، تارتىلىپ كەتتى.

**جَزَرَ الْبَحْرُ:** دولقۇن پەسەيدى.

**جَزْرُ الْبَحْرِ وَمَدُّهُ:** دېڭىز سۇيىنىڭ پەسىيىشى ۋە كۆتۈرۈلۈشى.

**جَزِرٌ** : سەۋزە ، زەدەك.

**جَزَرٌ ج جُزَرٌ وجَزُوراتٌ وجَزَائِرُ:** سويۇشقا يارا-لىق تۆگە - قوي قاتارلىقلار ؛ قىرقىلغان مال.

**جَزَّزَ يُجَزِّزُ تَجْزِيزًا الصُّوفَ أَوِ الْعُشْبَ أَوِالشَّجَرَ:** قىرقىدى ، ئوتىدى ، ئورۇدى ، كەستى.

**جَزَّ يَجِزُّ جَزًّا الصُّوفَ:** يۇڭ قىرقىدى، قايچى-لىدى ، قىرقىدى ، كەستى.

**جَزَّأَ يُجَزِّأُ تَجْزِيئًا وَتَجْزِئَةً:** تەقسىم قىلدى ، پارچىلىدى ، بۆلدى ، تۈرلەرگە ئايرىدى.

**جَزَّارٌ:** قاسساپ ، پوكانچى ، جاللات ، كاللا كېسەر.

**جَزَّازٌ:** يۇڭ قىرقىغۇچى ، قىرقىمىچى.

**جَزَّاقٌ:** ئوۋچى.

**جِزَّةٌ ج جُزَزٌ** : قىرقىلغان يۇڭ.

**«لَهَا وَجْهٌ قَبِيحٌ وَشَعْرٌ كَجِزَّةِ صُوفٍ لَمْ يُغْسَلْ مِنْ زَمَانٍ»** : ئۇنىڭ كۆرۈمسىز يۈزى ۋە چېچى ئۇزاقتىن بۇيان يۇيۇلمىغان، قىرقىپ تاشلان-غان قوي يۇڭىغا ئوخشايتتى.

**جِزَّةُ الْغَنَمِ** : قىرقىلغان يۇڭ، قوي يۇڭى.

**جَزَّعَ يُجَزِّعُ تَجْزِيعًا الشَّيْءَ** : مەلۇم بىر نەرسە-نى كەستى ، پىچتى ، توغرىدى ، تىلىدى.

**جَزِعَ يَجْزَعُ جَزَعًا وَجُزُوعًا** : قىزىقتالىق قىلدى، ئۆزىنى تۇتۇۋالالمىدى، چىدىيالمىدى؛ قايغۇردى ، ھەسرەت چەكتى ؛ ئۈمىدسىز-لەندى ، كۆڭلى يېرىم بولدى ، ئەنسىرىدى ، نالە - پەرياد قىلدى.

**«سَوَاءٌ عَلَيْنَا أَجَزِعْنَا أَمْ صَبَرْنَا مَا لَنَا مِنْ مَحِيصٍ» (قرآن)** : بىز مەيلى نالە -پەرياد قىلايلى ، مەيلى سەۋر قىلايلى ، بەربىر ئوخشاش ، بىزگە ھېچقانداق قاچىدىغان جاي يوق.

**جَزَعَ يَجْزَعُ جَزْعًا الْوَادِيَ:** ۋادىنى كېسىپ ئۆتتى.

**جَزْعٌ:** ھەقىق تۈرىدىن ، بىر خىل رەڭدار تاش.

**جِزْعٌ ج أَجْزَاعٌ:** بۇرۇلۇش نۇقتىسى ؛ ئوتتۇرى-سى؛ تۈگەنچىسى؛ ھەرە ئۆۋىسى؛ مەھەللە.

**جَزَعٌ** : چىدىماسلىق قىلماق ، سەۋرسىزلىك قىلماق ؛ قايغۇرماق ، ئۈمىدسىزلەنمەك ، ئەنسىرىمەك.

**«كَانَ يَخْشَى عَلَى زَوْجَتِهِ الْجَزَعَ إِنْ أَخْبَرَهَا بِنَبَأِ فَصْلِهِ مِنَ الْعَمَلِ»** : ئۇ ئۆزىنىڭ ئىش ئورنى-دىن ئايرىلغانلىقىنى ئايالىغا بىلدۈرۈپ دېسە، ئايالىنىڭ پاراكەندە بولۇشىدىن قورقاتتى.

**جَزِعٌ:** چىدامسىز ، تاقىتى يوق ، غوۋغاچى.

**جُزْعَةٌ ج جُزَعٌ:** ئازغىنە نەرسە، قالدۇق نەرسە.

**جَزَقَ يَجْزُقُ جَزْقًا:** قالايمىقان ئىش قىلدى ، قاراملىق بىلەن ئىش قىلدى ، يېنىكلىك بىلەن ئىش قىلدى ، ئىختىيارىچە ئىش قىلدى.

**جَزُلَ يَجْزُلُ جَزَالَةً:** توم بولدى، كاتتا بولدى، چوڭايدى ، يوغىنىدى.

**جَزُلَ الْمَنْطِقُ:** سۆز پاساھەتلىك بولدى ، مېغىز-لىق بولدى، يىغىنچاق بولدى.

**جَزُلَ الرَّجُلُ** : كىشى ئۆتكۈر بولدى ، نەزەر دائى-رىسى كېڭەيدى ، پىكرى ئېچىلدى.

**جَزَلَ يَجْزِلُ جُزْلًا** : ئىككى پارچە قىلىۋەتتى.

**جَزْلٌ ج جِزَالٌ:** كۆپ ، نۇرغۇن ، مول ، تولۇق ؛ پاساھەتلىك ؛ ئىخچام.

**جُزْلَانٌ ج جُزْلَانَاتٌ:** پورتمال ، قاپچۇق ، ھەميان.

**جَزْلَةٌ** : پارچە ، بىر تال.

**جَزَمَ يَجْزِمُ جَزْمًا:** كەستى ، ئۈزدى.

**جَزَمَ الْأَمْرَ:** ئىشنى بەلگىلىدى ، قارار قىلدى ، مۇقىملاشتۇردى ، بېكىتتى ، كېسىپ ئېيتتى.

**جَزَمَ عَلَى الْأَمْرِ:** بەل باغلىدى ، ئىرادە تىكلە-دى ، بىر قارارغا كەلدى.

**جَزْمَةٌ ج جِزَمٌ وجَزَمَاتٌ** : ئۆتۈك ، قونچىلىق ئاياغ.

«اِشْتَرَى مِنَ السُّوقِ جَزْمَةً لِوَلَدِهِ» : بازاردىن بالىسىغا بىر ئۆتۈك سېتىۋالدى.

جَزُوعٌ : چىدامسىز ، سەۋر قىلالمايدىغان.

«إِنَّ الْإِنْسَانَ خُلِقَ هَلُوعًا إِذَا مَسَّهُ الشَّرُّ جَزُوعًا»

«قۇرئان» : ئىنسان ھەقىقەتەن چىدامسىز يارىتىلدى ، ئۇنىڭغا بىرەر كۆڭۈلسىزلىك يەتكەن چاغدا ، زارلانغۇچىدۇر.

جَزِيءٌ : قاناتەتلەنگۈچى ؛ كۆپايە قىلغۇچى ، يېتەرلىك.

جُزَيْءٌ ج جُزَيْآتٌ : ئاز مىقداردا ، بىر ئاز.

جِزْيَةٌ ج جِزًى وجِزْيٌ وجِزَءٌ : باج؛ سېلىق.

جَزِيرَةٌ ج جَزَائِرُ وَجُزُرٌ وَجُزْرٌ : ئارال.

شِبْهُ جَزِيرَةٍ : يېرىم ئارال.

اَلْجَزِيرَةُ الْعَرَبِيَّةُ. جَزِيرَةُ الْعَرَبِ: ئەرەب يېرىم ئارىلى.

اَلْجَزِيرَةُ : دەجلە ۋە فۇرات دەرياسى ئارىلىقىدىكى تۈزلەڭلىك.

جُزَيْرَةٌ : كىچىك ئارال.

جَزِيلٌ ج أَجْزَالٌ وجِزَالٌ : كۆپ ، نۇرغۇن ، مول، تولۇق.

«لَكَ الشُّكْرُ الْجَزِيلُ/جَزِيلُ الشُّكْرِ» : سىزگە كۆپ رەھمەت.

اَلْجَزِيلُ مِنَ اللَّفْظِ : پاساھەتلىك ، بالاغەتلىك ، پۇختا ، تەنتەنىلىك سۆز.

جَزِيلُ الْإِحْتِرَامِ : ئالىي ئېھتىرام ، يۈكسەك ھۆرمەت.

شُكْرًا جَزِيلًا : كۆپ رەھمەت.

«نَشْكُرُكُمْ شُكْرًا جَزِيلًا عَلَى مُسَاعَدَتِكُمُ النَّبِيلَةِ» : سىلەرنىڭ قىزغىن ياردىمىڭلارغا كۆپ رەھمەت ئوقۇيمىز.

جَسَأَ يَجْسَأُ جَسْئًا وجُسُوًّا: قۇرۇپ قالدى ، قېتىپ قالدى.

جَسَأَ الْمَاءُ : سۇ مۇزلاپ قالدى ، سۇ توڭلىدى.

جُسْأَةٌ : قاتتىق ، يىرىك ، قوپال.

جَسَارَةٌ : جۈرئەت ، جاسارەت ، جەسۇرلۇق ، باتۇرلۇق.

جَسَارِيَّةٌ ج جَسَارِيَّاتٌ : تېزگى تۈز كېمە.

جَسَامَةٌ : چوڭلۇق ، ئۇلۇغلۇق ؛ يوغان ، كاتتا.

جَسِدَ يَجْسَدُ جَسَدًا الدَّمُ: قان قاتتى ، قېتىشتى ، ئۇيۇدى.

جَسَدٌ ج أَجْسَادٌ : بەدەن ، جىسىم ، جەسەت ، تەن، ئۇيۇپ قالغان قان، زەپەر.

«فَأَخْرَجَ لَهُمْ عِجْلًا جَسَدًا لَهُ خُوَارٌ» «قۇرئان» : سامىرى ئۇلار ئۈچۈن بىر موزاي ھەيكەل ياسىدى ، ئۇنىڭدىن موزاينىڭ ئاۋازىغا ئوخشاش ئاۋاز چىقاتتى.

جَسَدِيٌّ : جىسمانىي.

«لَاقَى فِي سِجْنِهِ أَنْوَاعًا مِنَ الْعَذَابِ الْجَسَدِيِّ» : تۈرمىدە يېتىش جەريانىدا تۈرلۈك جىسمانىي قىيىن ـ قىستاقلارغا ئۇچرىدى.

تَصْفِيَةٌ جَسَدِيَّةٌ: ئۆلتۈرۈش ، جىسمانىي جەھەتتىن يوقىتىش.

اَلْقُوَّةُ الْجَسَدِيَّةُ : جىسمانىي كۈچ.

جَسَرَ يَجْسُرُ جَسْرًا الْمَفَازَةَ: چۆلنى كېسىپ ئۆتتى ، چۆلدىن ھالقىپ ئۆتتى.

جَسَرَ يَجْسُرُ جَسَارَةً وجُسُورًا : باتۇرلۇق قىلدى ، قەھرىمانلىق قىلدى ، جۈرئەتلىك بولدى؛ كۆۋرۈك سالدى.

جِسْرٌ وجَسْرٌ ج جُسُورٌ وأَجْسُرٌ : كۆۋرۈك.

جِسْرٌ مُعَلَّقٌ : ئاسما كۆۋرۈك، لەمپە كۆۋرۈك.

اَلْجِسْرُ الْعَائِمُ : لەيلىمە كۆۋرۈك ، ئاسما كۆۋرۈك.

جِسْرٌ جَوِّيٌّ : ھاۋا قاتنىشى.

«لَمْ تَشَأِ الْحُكُومَةُ أَنْ تَحْرِقَ الْجُسُورَ بَيْنَهَا وَبَيْنَ الْمُعَارِضِينَ» : ھۆكۈمەت ئۆزى بىلەن ئۆكتىچىلەر ئارىسىدىكى كۆۋرۈكنى نابۇت قىلىشنى خالىمىدى.

جَسَّ يَجُسُّ جَسًّا: قولى بىلەن تۇتتى ؛ قولى بىلەن تۇتۇپ تەكشۈردى ، ئىزدەندى ، كۆزدىن كەچۈردى ، كۆزەتتى ؛ ھېس قىلدى.

جَسَّ الْخَبَرَ: خەۋەر تەكشۈردى.

جَسَّ الْأَرْضَ: زېمىننى دەسسىدى.

جَسَّ الطَّبِيبُ يَدَ الْمَرِيضِ : تېۋىپ كېسەلنىڭ

تومۇرىنى تۇتتى.

**جَسَّدَ يُجَسِّدُ تَجْسِيدًا:** گەۋدىلەندۈردى، ئوبرازلاشـ تۇردى.

**«اَلْمُؤْمِنُ الْحَقُّ يُجَسِّدُ فِي أَعْمَالِهِ الْمَبَادِئَ الَّتِي يُؤْمِنُ بِهَا» :** ھەقىقىي مۇسۇلمان ئادەم ئۆزىنىڭ ئىشلىرىدا ئۆزى ئىشەنگەن پرىنسىپـ لىرىنى گەۋدىلەندۈرىدۇ.

**جَسَّرَهُ يُجَسِّرُ تَجْسِيرًا:** ئۇنى ئىلھاملاندۇردى، رىغبەتلەندۈردى، ھەرىكەتلەندۈردى، قوزغىدى، سەپەرۋەر قىلدى.

**جَسَّمَ يُجَسِّمُ تَجْسِيمًا بِالْجَصِّ :** گەچ بىلەن ھەيكەل قاتۇردى.

**جَسَّمَ :** گەۋدىلەندۈردى.

**«تُجَسِّمُ آرَاؤُهُ مَوْقِفًا تُجَاهَ الْمُجْتَمَعِ وَالْحَيَاةِ وَالْإِنْسَانِ» :** ئۇنىڭ پىكىرلىرى جەمئىيەت، تۇرمۇش ۋە ئىنسانغا قارىتا ئۇنىڭ مەيدانىنى گەۋدىلەندۈرۈپ بېرىدۇ.

**جَسُمَ يَجْسُمُ جَسَامَةً:** زور بولدى، گەۋدىلىك بولدى، زورايدى، كېڭەيدى.

**جِسْمٌ ج أَجْسَامٌ وأَجْسُمٌ وجُسُومٌ :** تەن، بەدەن، جىسىم؛ شەكىل؛ ماددا.

**«عَثَرَتِ الشُّرْطَةُ عَلَى جِسْمِ الْجَرِيْمَةِ» :** ساقچىلار جىنايەتنىڭ چوكلۇقىنى بايقىدى.

**اَلْأَجْسَامُ الْحَيَّةُ:** جانلىق ئورگانىزم؛ جانلىق، تەنچە.

**جُسْمَانٌ :** جىسىم، بەدەن، تەن.

**جُسْمَانِيٌّ:** جىسمانىي.

**اَلْعَمَلُ الْجُسْمَانِيُّ:** جىسمانىي ئەمگەك.

**تَأْدِيبٌ جُسْمَانِيٌّ:** جىسمانىي جازا.

**جِسْمِيٌّ:** جىسمانىي.

**جَسُورٌ ج جُسُرٌ وجُسْرٌ م جَاسِرَةٌ وجَسُورٌ ج جَوَاسِيرُ:** يۈرەكلىك، باتۇر، جاسارەتلىك.

**جَسِيدٌ:** ئۇيۇپ قالغان قان، قان ئۇيۇلمىسى.

**جَسِيسٌ ج أَجِسَّةٌ :** جاسۇس، ئىشپىيون.

**جَسِيمٌ ج جِسَامٌ م جَسِيمَةٌ :** چوڭ، جاسارەتـ لىك، گەۋدىلىك، ئۇستىخانلىق، سېمىز، كېلەلمىسىز.

**«نَجَمَ عَنِ الحَادِثِ أَضْرَارٌ جَسِيمَةٌ» :** ۋەقەدىن زور زىيانلار كېلىپ چىقتى.

**جُسَيْمٌ ج جُسَيْمَاتٌ :** دان، دانچە، كىچىك جىسىملار.

**جُسَيْمَةٌ :** تەنچە، زەررىچە.

**جَشَأَ يَجْشَأُ جُشَاءً وجُشُوءًا أو جَشْأً:** كېكىردى، ھىق تۇتتى، كۆڭلى ئېلىشتى.

**جُشَاءٌ:** كېكىرىك، ھىق.

**جُشَارٌ :** يۇتەل، ئاۋازنىڭ غارالڭ ـ غۇرۇڭ بولۇـ شى؛ زۇكام؛ كەچقۇرۇنلۇقى قايتۇرۇلماي يايلاققا ئوتلاۋېرىدىغان چارۋا.

**جَشَبَ يَجْشُبُ وجَشِبَ يَجْشَبُ جَشْبًا وجَشُبَ يَجْشُبُ جَشَابَةً الطَّعَامُ :** تاماق غورىگىل بولۇپ قالدى، تاماق ناچار بولدى.

**جَشُبَ الْكَلَامُ :** سۆز قوپال بولدى.

**جَشَرَ يَجْشُرُ جُشُورًا الصُّبْحُ :** تاڭ يورىدى.

**جَشَرَ الدَّوَابُّ:** چارۋىلار يايلاقتا تۈنىدى.

**جَشَرَ يَجْشُرُ جَشْرًا الدَّوَابَّ:** چارۋىلارنى يايلاققا چىقاردى.

**جَشِرَ يَجْشُرُ جَشَرًا الْإِنَاءُ:** قاچا كىرلىشىپ كەتتى.

**جَشِرَ الرَّجُلُ:** قۇرۇق يۆتەلدىن ئاۋازى غارالڭ ـ غۇرۇڭ چىقتى.

**جَشِرَ:** قۇرۇق يۆتەل بولۇپ قالدى.

**جُشْرَةٌ :** يۆتەل.

**جَشَّ يَجُشُّ جَشًّا:** سوقتى، يانجىدى.

**جَشَّأَ يُجَشِّئُ تَجْشِئَةً:** كېكىردى، ھىق تۇتقۇزدى.

**جَشَّةٌ:** بوغۇلماق، خىرقىرىماق.

**جَشَّةٌ. جَشَّةُ الصَّوْتِ :** ئاۋازى بوغۇلۇپ قېلىش، خىرقىراپ قېلىش.

**جَشَّمَ يُجَشِّمُ تَجْشِيمًا:** جاپالىق ۋەزىپىنى يۈكلىـ دى، قىيىن ئىشقا زورلىدى، قىيىن ئىشقا قويدى.

**جَشِعَ يَجْشَعُ جَشَعًا :** ئاچكۆزلۈك قىلدى، تەمەـ خورلۇق قىلدى، نەپسانىيەتچىلىك قىلدى.

**جَشِعٌ ج جَشِعُونَ وجَشَاعَى و جُشَعَاءُ وجِشَاعٌ:** ئاچكۆز ، تەمەخور ، نەپسانىيەتچى.

**«مَاأَكْثَرَ مَايُتَّهَمُ التُّجَّارُ بِالْجَشَعِ عِنْدَ ارْتِفَاعِ الْأَسْعَارِ» :** باھا ئۆرلىگەن چاغدا سودىگەرلەر كۆپىنچە ئاچكۆز دەپ قارىلىدۇ.

**جَشِمَ يَجْشَمُ جَشْمًا وَجَشَامَةً الْأَمْرَ:** ئىشنى تەستە ئۈستىگە ئالدى.

**جَشِنَ يَجْشَنُ جَشَنًا :** سەمرىدى ، قوپاللاشتى.

**جُشْنَةٌ :** ئانتوس ( بىر خىل قۇش.)

**جُشُوبٌ :** قوپال ئايال.

**جَشِيشٌ:** سوقۇلغان ، يانجىلغان ؛ قارا ئۇن ، كېپەك.

**جِصٌّ :** ھاك ، گەج ؛ سېغىز لاي ؛ سېمىنتتاش.

**جَصَّاصَةٌ:** ھاك خۇمدىنى.

**جَصَّصَ يُجَصِّصُ تَجْصِيصًا الْبِنَاءَ:** بىنانى گەجدا قىلدى ، سۇۋۇدى.

**جَعَا يَجْعُو جَعْوًا:** تېزەك تەردى.

**أَبُو جَعَادَةٍ:** بۆرە.

**جَعَارِ. أَبُوجَعَارٍ:** سىرتلان ( بىر خىل ھايۋان.)

**جُعَالٌ ج جَعَائِلُ :** ئىش ھەققى ، مائاش ؛ مۇكاپات سوممىسى ؛ رەسمىيەت ھەققى ؛ پارا.

**جَعَبَ يَجْعَبُ جَعْبًا :** ئۆرۈۋەتتى، ئاغدۇرۇۋەتتى، يىقىتىۋەتتى.

**جَعْبَةٌ ج جِعَابٌ:** ئوقدان ، ئوق خالتىسى.

**نَفَضَ لَهُ جَعْبَةَ الْأَخْبَارِ:** ئۇنىڭغا بارلىق خەۋەرلەرنى ئېيتىپ بەردى ، پاش قىلدى.

**جِعَةٌ :** پىۋا ؛ مەقئەت ، تېگى.

**جِعْثِنَةٌ ج جِعْثِنٌ وجَعَاثِنُ:** دەرەخنىڭ غولى.

**جَعْجَاعٌ:** تار يەر ؛ ئۇرۇش مەيدانى ؛ قورغاق يەر.

**جَعْجَعَ يُجَعْجِعُ جَعْجَعَةً الْبَعِيرَ:** تۆگىنى چۆكتۈردى ، تۆگىنى تىزلاندۇردى.

**«تَسْمَعُهُمْ يُجَعْجِعُونَ وَيُهَدِّدُونَ وَلَا تَرَى لَهُمْ فِي الْوَاقِعِ أَثَرًا يُذْكَرُ» :** ئۇلارنىڭ غوۋغا كۆتۈرۈشۈۋاتقانلىقىنى ، تەھدىت سېلىۋاتقانلىقىنى ئاڭلايسىز ، ئەمەلىيەتتە تىلغا ئالغۇدەك نەرسىنى كۆرمەيسەن.

**جَعْجَعَةٌ :** تۆگىنىڭ ئاۋازى؛ تۆگە ئاۋازى.

**جَعُدَ يَجْعُدُ جَعَادَةً وجُعُودًا الشَّعْرُ :** چاچ بۈدرە بولدى.

**جَعُدَ الثَّوْبُ :** كىيىم پۈرلىشىپ كەتتى.

**جَعْدٌ ج جِعَادٌ :** بۈدرە چاچ ؛ بېخىل ، پىخسىق.

**جَعْدُ الْيَدِ :** ئاچكۆز ، تويماس؛ تويماسلىق، ئاچكۆزلۈك.

**جَعْدُ الْيَدَيْنِ وَالْأَنَامِلِ:** بېخىل ، پىخسىق.

**بَعِيرٌ جَعْدٌ :** يۇغلۇق تۆگە.

**رَجُلٌ جَعْدُ الْقَفَا :** پەس ئادەم ، تېگى پەس ، زىدى پەس.

**اَلْجَعْدَةُ:** بىر خىل خۇش پۇراق گىياھ.

**جَعْدَةُ شَعْرٍ :** بۈدۈر چاچ.

**أَبُو جَعْدَةٍ:** بۆرە.

**جَعْدِيٌّ :** بۈدۈر چاچ.

**جَعَرَ يَجْعَرُ جَعْرًا السَّبُعُ:** يىرتقۇچلار تېزەكلىدى، يىرتقۇچلار مايافلىدى.

**جَعْرٌ ج جُعُورٌ :** يىرتقۇچ ھايۋانلارنىڭ مايىقى ، تېزىكى.

**جِعْرَانٌ:** تاز قارا، قۇماي.

**أَبُو جِعْرَانٍ :** تۇلۇقچى قوڭغۇز ، تېزەكچى.

**جَعَسَ يَجْعَسُ جَعْسًا الرَّجُلُ:** تەرەت قىلدى.

**جُعْسُوسٌ ج جَعَاسِيسُ:** پاكار ھەم سەت.

**جُعْشُمٌ ج جَعَاشِمُ:** ئوتتۇرىسى ، ئوتتۇرا.

**جُعْفِيفٌ :** بىر خىل قاڭسىق ئۆسۈملۈك.

**جَعَظَ يَجْعَظُ جَعْظًا:** ھەيدىۋەتتى ، قوغلىۋەتتى.

**جَعْظٌ:** تومپاي ، ھاكاۋۇر ، بەتخۇلاق.

**جِعْظَايَةٌ:** چاققان ، ئەپچىل.

**جَعَّ يَجَعُّ جَعًّا فُلَانٌ:** لاي يېدى.

**جَعَّ فُلَانًا:** لاينى ئۇنىڭغا ئاتتى.

**جَعَّبَ يُجَعِّبُ تَجْعِيبًا:** ئۆرۈۋەتتى، ئاغدۇرۇۋەتتى، يىقىتىۋەتتى.

**جَعَّدَ يُجَعِّدُ تَجْعِيدًا الثَّوْبَ:** كىيىمنى قاتلىدى.

**جَعَّدَتْ وَجْهَهُ مَتَاعِبُ الْحَيَاةِ:** تۇرمۇشنىڭ جاپا-مۇشەققەتلىرى ئۇنىڭ يۈزىگە قورۇق چۈشۈرۈۋەتتى.

**جَعَّرَ يُجَعِّرُ تَجْعِيرًا:** مۆركىرىدى.

**جَعَفَ يَجْعَفُ جَعْفًا:** يىقىتتى، ئاغدۇرۇۋەتتى، غولاتتى؛ قومۇرۇۋەتتى.

**جَعَفَ الشَّجَرَةَ:** دەرەخنى قومۇرۇۋەتتى.

**جَعْفَرٌ ج جَعَافِرُ:** سۈتلۈك تۆگە.

**جَعْفِيلٌ:** شۇم بۇيا.

**جَعَلَ يَجْعَلُ جَعْلًا الشَّيْءَ:** ياسىدى، ياراتتى؛ گۇمان قىلدى.

**جَعَلَ يَفْعَلُ كَذَا:** باشلىدى.

**جَعَلَ الْحَقَّ بَاطِلًا:** ھەقنى باتىل دەپ تونۇدى، ھەقنى بۇرمىلىدى.

**جُعْلٌ ج جِعَالٌ وَأَجْعَالٌ:** ئىش ھەققى، مائاش؛ مۇكاپات سوممىسى؛ رەسمىيەت ھەققى؛ پارا.

**جُعَلٌ ج جِعْلَانٌ:** تۇلۇقچى قوڭغۇز، تېزەكچى.

**جَعَمَ يَجْعَمُ جَعْمًا الرَّجُلُ:** ئاچكۆزلۈك قىلدى.

**جَعِمَ إِلَى الطَّعَامِ:** قورساققا ئامراقلىق قىلدى.

**جَعَمَ الْبَعِيرَ:** تۆگىگە ئېغىزدۇرۇق سالدى.

**جَعْوٌ:** لاي؛ تۆگىنىڭ مايىقىدىن قىلىنغان يوم.

**جَعْوَلٌ ج جَعَاوِلُ:** تۆگە قوشىنىڭ بالىسى.

**جَعِيلَةٌ ج جَعَائِلُ:** ئىش ھەققى، مائاش، مۇكاپات سوممىسى؛ رەسمىيەت ھەققى؛ پارا.

**جُغْرَافِيَا. جُغْرَافِيَّةٌ:** جۇغراپىيە.

**جُغْرَافِيَّةٌ طَبِيعِيَّةٌ:** تەبىئىي جۇغراپىيە.

**جُغْرَافِيٌّ:** جۇغراپىيىلىك.

**جَفَا يَجْفُو جِفَاءً:** خاتىرجەمسىزلەندى، ئارامخۇدا ئولتۇرالمىدى.

**جَفَا جَنْبُهُ عَنِ الْفِرَاشِ:** ئۇ خاتىرجەم ياتالمىدى، ياخشى ئۇخلىيالمىدى.

**جَفَا يَجْفُو جُفُوًّا:** يىراقلاشتى.

**جَفَا الثَّوْبُ:** كىيىم يوغان بولدى، چوڭ كەلدى.

**جَفَأَ يَجْفَأُ جَفْأً النَّهْرُ:** دەريا سۈيى بۇژغۇنلىدى، دەريا سۈيى كۆپۈكلەندى.

**جَفَأَتِ الْقِدْرُ:** قازان قاينىدى، قازان تاشتى.

**جُفَاءٌ:** بۇژغۇن، كۆپۈك؛ بىكار، پايدىسىز، بىھۇدە؛ ئەخلەت، شاكال.

**«ذَهَبَ جُفَاءً»:** بىھۇدە ئاۋارىگەرچىلىك.

**«فَأَمَّا الزَّبَدُ فَيَذْهَبُ جُفَاءً وَأَمَّا مَا يَنْفَعُ النَّاسَ فَيَمْكُثُ فِي الْأَرْضِ» (قۇرئان):** كۆپۈك بولسا ئېقىپ تۈگەيدۇ، ئىنسانلارغا پايدىلىق نەرسە زېمىندا قېلىپ قالىدۇ.

**جَفَاءٌ، جَفَاءَةٌ:** قوپاللىق، توڭلۇق، رەھىمسىزلىك.

**جَفَافٌ:** قۇرغاق، قۇرۇق.

**«تُعَانِي الْمَزْرُوعَاتُ مِنْ جَفَافٍ طَفِيفٍ»:** زىرائەتلەرگە بىر ئاز قۇرغاقچىلىق يەتتى.

**جَفَافِيٌّ:** قۇرغاق يەردە ياشايدىغان.

**جَفْتٌ ج جُفُوتٌ:** چۈپەتەك، موچەن؛ قارماق، ئىلمەك.

**جَفْجَفَ يُجَفْجِفُ جَفْجَفَةً الثَّوْبُ الْجَدِيدُ:** يېڭى كىيىم تاراقلىغان ئاۋاز چىقاردى.

**جَفَخَ يَجْفَخُ و يَجْفِخُ جَفْخًا:** غادايدى، ھاكاۋۇرلاشتى، تەكەببۇرلۇق قىلدى.

**جَفْرٌ ج جِفَارٌ:** كەڭ قۇدۇق.

**عِلْمُ الْجَفْرِ:** مۆلچەر، قىياس؛ بېشارەت؛ پال، رەمم.

**جِفْمِينٌ:** گەج، سىڭگىرتاش.

**جَفَّ يَجُفُّ جَفًّا:** سۈكۈت قىلدى، توڭلۇق قىلدى.

**جَفَّ يَجُفُّ الشَّيْءَ:** نەرسە تەردى؛ تېپىۋالدى.

**جَفَّ الْمَوَاشِيَ:** چارۋىنى يىغىپ ھەيدەپ ماڭدى.

**جَفَّ يَجِفُّ جَفَافًا وجُفُوفًا:** قۇرۇدى، قۇرۇپ كەتتى.

**لَقَدْ جَفَّتِ الثِّيَابُ الْمَغْسُولَةُ:** يۇيۇلغان كىيىملەر قۇرۇپ كەتتى.

**جَفَّتِ السَّمَاءُ:** يامغۇر ياغمىدى، قۇرغاقچىلىق

بولدى.

جَفَّفَ يُجَفِّفُ تَجْفِيفًا الشَّيْءَ : مەلۇم بىر نەرسە- نى قۇرۇتتى.

جَفَّفَ الْفَرَسَ : ئاتقا ساۋۇت كىيگۈزدى.

جُفَّةٌ : كىچىك سوۋغا.

جَفَّةٌ : كىشىلەر توپى.

جَفَلَ يَجْفُلُ و يَجْفِلُ جُفُولاً : قاچتى؛ تېز ماڭدى، ئۈركىدى.

جَفَلَتِ النَّعَامَةُ : تۆگە قۇش ئۈركۈپ قېچىپ كەتتى.

جَفَلَ الرِّيحُ السَّحَابَ : شامال بۇلۇتنى تارقىتىۋەتتى، شامال بۇلۇتنى سۈردى.

جَفَلَ الْبَحْرُ السَّمَكَ: دېڭىز بېلىقنى قىرغاققا چىقىرىۋەتتى.

جَفْلٌ ج أَجْفَالٌ: پىلنىڭ مايىقى.

جَفَلَى: ( چايغا ) ئومۇمىيۈزلۈك تەكلىپ قىلىش.

جَفْنٌ ج جُفُونٌ وأَجْفُنٌ وأَجْفَانٌ: كۆزنىڭ قاپىقى؛ غىلاپ؛ تالنىڭ كۆتىكى، تالنىڭ شىخى.

لاَيُغْمَضُ لَهُ جَفْنٌ : ئۇخلىمايدۇ، كۆز يۇمىمايدۇ.

نَامَ مِلْءَ الجُفُونِ : قاتتىق ئۇخلىدى، قانغۇچە ئۇخلىدى.

أَطْبَقَ الْكَرَى أَجْفَانَهُ : ئۇيقۇ باستى، مۈگدەپ قالدى، ئۇيقۇسىرىدى.

نَدَّ النَّوْمُ عَنْ أَجْفَانِهِ : ئۇيقۇ قاچتى.

جَفْنَةٌ ج جِفَانٌ وجِفَنٌ وجَفَنَاتٌ : مەرە ئادەم؛ لېگەن، چوڭ تەخسە، جاۋۇر؛ قۇدۇق.

جَفْوٌ. جَفْوَةٌ : قوپاللىق، رەھىمسىزلىك، توڭلۇق.

«عَادَتِ الْعَلاَقَاتُ بَيْنَهُمَا إِلَى مَجَارِيهَا بَعْدَ جَفْوَةٍ دَامَتْ بِضْعَةَ شُهُورٍ» : ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى مۇناسىۋەت بىر قانچە ئاي ئارازلىق- تىن كېيىن ئەسلىگە كەلدى.

جَفِيرٌ ج جَفِيرَاتٌ : ئوق خالتىسى، ئوقدان.

جَلَأَ يَجْلَأُ جَلْأً و جَلاَءَةً الرَّجُلَ : يىقىمىتتى، يەرگە ئۇردى.

جَلاَ يَجْلُو جَلْوًا وَ جِلاَءً الأَمْرَ: ئىشنى ئاشكارى- لىدى، ئايدىڭلاشتۇردى.

جَلاَ عَنْهُ الْهَمَّ : غەمنى يوقاتتى، يوققا چىقار- دى، غەمدىن خالاس قىلدى.

«يَجْلُو الْعَالِمُ صَدَأَ الْعَقْلِ الإِنْسَانِيِّ» : ئالىم ئىنسان ئەقلىنىڭ داتلىرىنى چىقىرىپ تاشلايدۇ.

إِبْنُ جَلاَ : داڭلىق ئادەم.

جَلاَءٌ : روشەن، ئوچۇق، سۈرمە.

اَلْجِلاَءُ : سۈرمە.

جُلاَّبٌ : شېكەر بىلەن قايىنىتىلغان قىزىل گۈل سۈيى، جۇلاب.

جُلاَّحٌ : چوڭ ئويمان؛ چوڭ كەلكۈن.

جَلاَّخَةٌ. جُلاَّخَةٌ : يارغۇنچاق.

جُلاَذِيٌّ ج جَلاَذِيٌّ: راھىب؛ چېركاۋ خىزمەتچى- سى؛ ھۈنەرۋەن؛ تاش؛ قوپال.

جُلاَّقٌ : لاي.

جَلاَلٌ : ئالىيجانابلىق، يۈكسەكلىك؛ نۇرلۇق؛ نۇر؛ نىشان؛ شەرەپلىك.

ذُوالْجَلاَلِ : ئۇلۇغ، بۈيۈك؛ ئاللاھ، خۇدا.

«اَلْأَهْرَامُ مِنَ الآثَارِالَّتِي لاَنَظِيرَ لَهَا رَوْعَةً وَجَلاَلاً» : ئەھرام گۈزەللىكتە، كاتتىلىقتا مىسلى يوق مەدەنىي يادىكارلىقتۇر.

جَلاَلٌ. جَلاَلَةٌ : ئۇلۇغلۇق، بۈيۈكلۈك، سەلتە- نەتلىك.

صَاحِبُ الْجَلاَلَةِ: جانابلىرى، ئالىيلىرى (پادىشاھ- لارغا قارىتا ئىشلىتىلىدىغان ھۆرمەت سۆزى.)

جُلاَمَةٌ : يۇڭ، قىرقىلغان يۇڭ، قوي يۇڭى.

جَلَبَ يَجْلُبُ و يَجْلِبُ جَلْبًا الشَّيْءَ : ھازىر قىلدى، ئېلىپ كەلدى، جەلپ قىلدى، كەلتۈردى.

«جَلَبَ التَّاجِرُبَضَائِعَهُ مِنَ الشَّرْقِ وَالْغَرْبِ» : سودى- گەر ماللىرىنى شەرق ۋە غەربتىن كەلتۈردى.

جَلَبَ الْجُرْحُ : يارا ساقايدى.

جَلَبَ النَّظَرَ : دىققەتنى قوزغىدى.

جَلَبَ الْقَوْمُ: قەۋم چۇقان كۆتۈرۈشتى، قەۋم ۋارقىرىدى، قەۋم ۋاڭ - چوڭ كۆتۈردى.

**جَلِبَ يَجْلَبُ جَلَبًا الشَّيْءُ:** نەرسە تويلاندى ، يىغىلدى.

**جَلِبَ الدَّمُ :** قان قېتىپ قالدى ، قان ئۇيۇپ قالدى.

**جَلَّبَ :** هازىر قىلماق ، قولغا كەلتۈرمەك ، هاسىل قىلماق.

**جَلَبٌ ج أَجْلاَبٌ :** جەلپ قىلىنغان ، ئىمپورت قىلىنغان ، كىرگۈزۈلگەن.

**جِلْبَابٌ ج جَلاَبِيبُ :** لېچەك، ئاياللارنىڭ ئۇزۇن كۆڭلىكى.

**جُلُبَّانٌ:** ياۋا كۆك پۇرچاق.

**جَلْبَبَ يُجَلْبِبُ جَلْبَبَةً وَجِلْبَابًاهُ:** ئۇنىڭغا نىمچا كىيگۈزدى ، ئۇزۇن كۆڭلەك كىيگۈزدى.

**جَلَبٌ. جَلَبَةٌ :** چۇقان ـ سۈرەن ، غەلۋە ـ غەۋغا ، شاۋقۇن ، ۋاڭ ـ چۇڭ.

**«وَقَعَ انْفِجَارٌ هَزَّ الْمَدِينَةَ وَعَلَتْ مِنْ بَعِيدٍ جَلَبَةٌ وَضَوْضَاءُ» :** پۈتۈن شەھەرنى زىلزىلىگە كەلتۈرگەن ـ پارتلاش يۈز بەردى ، يىراقتىن ۋاڭ ـ چۇڭ، شاۋقۇن ـ سۈرەن كۆتۈرۈلدى.

**جُلْبَةٌ ج جُلَبٌ:** قاقاچ ، (يارىنىڭ قاقىچى)

**جَلْجَلَ يُجَلْجِلُ جَلْجَلَةً:** ۋارقىرىدى ، توۋلىدى، چاقىردى.

**جَلْجَلَ السَّحَابُ والرَّعْدُ :** هاۋا گۈلدۈرلىدى.

**جَلْجَلَ الصَّوْتُ :** ئاۋاز گۈركىرىدى ، گۈرۈلدىدى.

**جَلْجَلَ الْفَرَسُ :** ئات كىشنىدى.

**جُلْجُلاَنٌ:** يۇمغاقسۇت ، ئاش كۆكى، كۈنجۈت.

**اَلْجُلْجُلَةُ :** قوڭغۇراق، زىل ، كولدۇرما.

**جُلْجُلٌ ج جَلاَجِلُ و جَلْجَلَةٌ :** كولدۇرما ، قوڭغۇراق.

**جَلَحَ يَجْلَحُ جَلْحًا ـ تِ الْمَاشِيَةُ الشَّجَرَ :** ئۇلاغ دەرەخنى غاجىلىدى ، دەرەخ قوۋزىقىنى غاجىلىدى.

**جَلِحَ يَجْلَحُ جَلَحًا :** چېكە چاچ چۈشۈپ كەتتى.

**جَلِحَ الثَّوْرُ :** ئۆكۈز مۈڭگۈزسىز بولۇپ قالدى.

**أَرْضٌ جَلْحَاءُ :** قاقاسلىق.

**جَلَخَ يَجْلَخُ جَلْخًا :** بىلىدى.

**جَلَخَ بِهِ :** يىقىتىۋەتتى.

**جَلَخَ السَّيْلُ الْوَادِي:** كەلكۈن ۋادىنى تولدۇرۇۋەتتى.

**جَلَخَ الشَّيْءَ :** نەرسىنى ئاقلىدى ، سويدى.

**جَلَّخَ :** بىلىدى.

**جَلَدَ يَجْلِدُ جَلْدًا بِالسَّوْطِ :** قامچىلىدى ، قامچا بىلەن ئۇردى ، دەررە ئۇردى.

**جَلَدَتْهُ الْحَيَّةُ :** يىلان ئۇنى چېقىۋالدى.

**جَلِدَ يَجْلَدُ جَلَدًا الْمَكَانُ:** جاي توڭلىدى ، مۇز تۇتتى.

**جَلُدَ يَجْلُدُ جَلَدًا وَجَلاَدَةً وجُلُودَةً :** كۈچلۈك بولدى ، چىدامىلىق بولدى.

**جَلْدٌ :** قامچىلىماق ، قامچا بىلەن ئۇرماق ، دەررە ئۇرۇش ، قامچىلاش.

**جَلْدٌ ج أَجْلاَدٌ وجِلاَدٌ:** چىدامىلىق ، سەۋرچان ـ لىق ، چىگىرلىك، غەيرەتلىك.

**جَلْدٌ عُمَيْرٌ :** قولدا لەززەتلىنىش ، ئانانىزم قىلىش.

**الْجَلَدُ :** سەۋر ـ تاقەت ، چىدام.

**جِلْدٌ ج جُلُودٌ:** تېرە ، شۈپۈك ، پوست ، قاسراق.

**جِلْدٌ مَدْبُوغٌ :** ئەيلەنگەن تېرە، خۇرۇم ، كۆن.

**«كُلَّمَا نَضِجَتْ جُلُودُهُمْ بَدَّلْنَاهُمْ جُلُودًا غَيْرَهَا»** «قرآن» : ئۇلارنىڭ تېرىلىرى پىشىپ تۆكۈلگەن چاغدا ئورنىغا باشقا تېرە يەڭگۈشلەيمىز.

**جَلَدٌ ج أَجْلاَدٌ م جَلَدَةٌ جُلُودٌ:** ئىرادىلىك ئادەم ، كەسكىن ئادەم.

**«كَانَ فِي طَبْعِهِ تَحَدٍّ لِلشَّرِّ وَجَلَدٌ عَلَى تَحَمُّلِ الْأَلَمِ» :** ئۇنىڭ تەبىئىتىدە يامانلىق بىلەن ئېلىشىدىغان ۋە ئازاب ـ ئوقۇبەتكە بەرداشلىق بېرىدىغان روھ سىڭگەنىدى.

**جِلْدَةٌ ج جِلْدَاتٌ :** بىر پارچە تېرە.

**فُلاَنٌ مِنْ بَنِي جِلْدَتِنَا :** پالانى بىزنىڭ جەمەتـ ـىمىزدىن.

**اِبْنُ جِلْدَتِكَ :** تۇغقان ؛ يۇرتداش ، قېرىنداش.

جِلْدَةُ الرَّجُلِ : ئۇرۇق - تۇغقان ، قەۋم - قېرىنداش.

«كَانَ بِاسْتِطَاعَتِهِ اِحْتِمَالَ ظُلْمِ الْغَرِيبِ أَمَّا ظُلْمُ أَبْنَاءِ جِلْدَتِهِ فَذَلِكَ غَيْرُ مَعْقُولٍ» : ياتلارنىڭ زۇلمىغا چىداش ئۇنىڭ قولىدىن كەلسىمۇ ، ئەمما ئۆز قاياشلىرىنىڭ زۇلمىغا چىداش ئەقىلگە سىغمايدۇ.

جِلْدَةٌ ج جِلْدَاتٌ : قامچا.

جِلْدِيٌّ : تېرىلىك ، خۇرۇملۇق ، تېرىگە خاس؛ خۇرۇم.

قُفَّازٌ جِلْدِيٌّ : خۇرۇم پەلەي.

حُقْنٌ جِلْدِيٌّ: تېرە ئاستىغا ئۇرۇلىدىغان ئوكۇل.

أَمْرَاضٌ جِلْدِيَّةٌ : تېرە كېسەللىرى.

مِحْفَظَةٌ جِلْدِيَّةٌ/حَقِيبَةٌ جِلْدِيَّةٌ : خۇرۇم سومكا.

جِلْدِيَّاتٌ : تېرە مەھسۇلاتلىرى ، تېرە بۇيۇملار.

جِلْدٌ ج مَنَاجِدُ : قارىغۇ چاشقان.

جِلْدِيٌّ ج جَلاَدِيٌّ : راھىب ، چېركاۋ خىزمەتچىسى ؛ ھۈنەرۋەن ؛ تاش.

جَلَزَ يَجْلِزُ جَلْزًا الرَّأْسَ: باشنى باغلىدى ، باشنى تاڭدى ، باشنى ئورىدى.

جَلَسَ يَجْلِسُ جُلُوسًا: ئولتۇردى ، جاي ئالدى.

جَلَسَ الطَّائِرُ: قۇش قوندى.

اَلْجِلِّسُ : ھەمراھ ، ئۈلپەت ، كۆپ ئولتۇرۇۋالغۇچى.

اَلْجَلِّسُ: بىللە ئولتۇرغۇچى ، ئولتۇرۇۋشقۇچى.

جَلْسَةٌ ج جَلَسَاتٌ و جُلُوسٌ: يىغىن : ئولتۇرۇش؛ قېتىم ، بىر مەيدان، نۆۋەت ، (سانالغان يىغىنلىق).

جَلْسَةٌ عَامَّةٌ : ئادەتتىكى يىغىن ، ئاممىۋى يىغىن.

جَلْسَةٌ عَامَّةٌ تَامَّةٌ : ئومۇمىي يىغىن.

اَلْجَلْسَةُ الْمُسْتَعْجَلَةُ: جىددىي يىغىن ، ئالاھىدە يىغىن ، پەۋقۇلئاددە يىغىن.

جَلْسَةٌ طَارِئَةٌ : تاسادىپىي يىغىن ، جىددىي يىغىن.

جَلْسَةٌ سِرِّيَّةٌ : مەخپىي يىغىن.

«عَقَدَ الْمُؤْتَمَرُ جَلْسَتَهُ الصَّبَاحِيَّةَ فِي قَاعَةِ الْجَامِعَةِ» : قۇرۇلتاي ئەتىگەنلىك يىغىنىنى ئۇنىۋېرسىتېتنىڭ زالىدا ئاچتى.

جِلْسَةٌ : ئولتۇرۇش شەكلى ، ئولتۇرۇش ھالىتى.

«كَانَ يَجْلِسُ جِلْسَةَ الطَّاوُوسِ» : ئۇ توز قىياپىتىدە ئولتۇراتتى.

جَلَطَ يَجْلِطُ جَلْطًا: قەسەم قىلدى ؛ يالغان سۆزلىدى.

جَلَطَ يَجْلِطُ الجِلْدَ : تېرىنى سويدى.

جَلَطَ الرَّأْسَ: باش چۈشۈردى ، چاچ چۈشۈردى.

جُلْطَةٌ دَمَوِيَّةٌ : قان نوكچىسى.

جَلَعَ يَجْلَعُ جَلُوعًا : ھاياسىزلىق قىلدى ، يۈزى قېلىنلىق قىلدى.

جَلِقَ يَجْلَقُ جَلَقًا وجَلاَقَةً: قوپاللىق قىلدى ، سويدى.

جَلَقَ الذَّبِيحَةَ: قوينىڭ تېرىسىنى سويدى.

جِلْقٌ ج أَجْلاَقٌ وَجُلُوقٌ : قوپال ، ئەدەبسىز ، تومپاي، تولۇق، يىرىك.

جِلْقُ الْوَاحِدَةُ جِلْقَةٌ: قورۇق نان ، قۇرۇق بولكا.

جَلَّ يَجِلُّ جَلاَلَةً وجَلاَلاً : ئۇلۇغ بولدى ، سەلتەنەتلىك بولدى ، يۈكسەك بولدى ، مەرتىۋىلىك بولدى ، چوڭ بولدى.

جَلَّ عَنِ الْحَصْرِ : سان - ساناقسىز، ھېسابسىز.

اَللّٰهُ عَزَّوَجَلَّ: ئاللاھ غالىب ۋە بۈيۈكتۇر.

جَلَّ عَنْ : ... دىن پاكلىدى.

«اَلْكَرِيمُ يَجِلُّ عَنِ الدَّنَاءَاتِ» : ئېسىل ئادەم ناچار قىلىقلاردىن ئۆزىنى پاك تۇتىدۇ.

جَلَّ يَجُلُّ جَلاًّ الشَّيْءَ: نەرسىنىڭ كۆپ قىسمىنى ئالدى.

جَلَّ الْبَعْرَ : ماياق تەردى.

جَلَّ يَجُلُّ و يَجِلُّ جَلاًّ الدَّابَّةَ : ئۇلاغقا توقۇم توقۇدى.

جُلٌّ ج جِلاَلٌ و أَجْلاَلٌ : يوپۇق ( ئاتنىڭ ) ؛ يەلكەنلىك كېمە.

جَلاَّبٌ ج جَلاَّبَةٌ : ئىمپورت سودىگىرى ، سىرتتىن مال كىرگۈزگۈچى.

جَلَّابُ الْعَبِيدِ : قۇل سودىگىرى ، قۇل بىدىكى.

جُلَّاب: شېكەر بىلەن قايىنىتىلغان قىزىل گۈل سۈيى ، جۇلاپ.

جَلَّابِيَّةٌ ج جَلَّابِيَّاتٌ : ئۇزۇن كۆڭلەك ؛ يەكتەك ؛ ئىچ كىيىمى.

جَلَّادٌ : جاللات ، ئۆلۈم جازاسىنى ئىجرا قىلغۇچى؛ تېرە سودىگىرى ، خۇرۇم سودىگىرى.

جَلَّامٌ : قوي قىرقىغۇچى.

جُلٌّ : ئەترگۈل.

جِلٌّ و جَلٌّ ج أَجِلَّةٌ : كاتتا ، بۈيۈك ، زور.

«اَللّٰهُمَّ اغْفِرْلِي ذَنْبِي كُلَّهُ دِقَّهُ وَجِلَّهُ» : ئى ئاللاھ ، مېنىڭ كىچىك - چوڭ گۇناھلىرىمنىڭ ھەممىسىنى مەغپىرەت قىلغىن.

جِلَّةٌ : نوپۇزلۇق.

«عَاوَنَهُ فِي ذٰلِكَ جِلَّةُ الْأُدَبَاءِ وَالْعُلَمَاءِ فِي عَصْرِهِ» : ئۇ ئىشتا ئۇنىڭغا ئۆز زامانىدىكى نوپۇزلۇق ئەدىب ، نوپۇزلۇق ئالىملار ياردەملەشتى.

جُلَّةٌ ج جُلَلٌ و جِلَالٌ : سېۋەت ؛ چۆيۈن توپ.

جِلَّةُ الْحَيَوَانِ : ھايۋان قىغى، ماياق.

جَلَلٌ : بۈيۈك ، كاتتا ، مۇھىم ؛ قۇدرەتلىك ، كۈچلۈك.

خَطْبٌ جَلَلٌ : چوڭ مۇسىبەت.

فَعَلَهُ مِنْ جَلَلِكَ : ئۇنى سەن ئۈچۈن قىلدى.

أَمْرٌ جَلَلٌ : مۇھىم ئىش.

جُلٌّ : كۆپ قىسمى ، تولىسى.

جُلُّبَانٌ: ياۋا كۆك پۇرچاق.

جَلَّحَ يُجَلِّحُ تَجْلِيحًا السِّكِّينَ أَوْ نَحْوَهُ: پىچاقنى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىنى بىلىدى.

جَلَّدَ يُجَلِّدُ تَجْلِيدًا : مۇزلاتتى ، توڭلاتتى.

جَلَّدَ الْكِتَابَ : كىتابنى تۇپلىدى، قاپلىدى، شىرازىلىدى، تاشلىدى.

جَلَّسَ يُجَلِّسُ تَجْلِيسًا: ئولتۇرغۇزدى.

اَلْجَلِيسُ: ھەمراھ ، ئۈلپەت ؛ كۆپ ئولتۇرۇۋالغۇچى.

جَلَّلَ يُجَلِّلُ تَجْلِيلًا: ياپتى ، يۆگىدى ؛ ھۆرمەتلىدى؛ توسۇۋالدى.

جُلَّنَارٌ : ئانار گۈلى.

جِلَّوْزٌ : ئورمان ياڭىقى ؛ مۇھاپىزەتچى.

جَلَّى يُجَلِّي تَجْلِيَةً الْأَمْرَ: چۈشەندۈردى.

جَلَّى مِنْ أَوْ عَنْ: ... دىن يولغا چىقتى، سەپەرگە ئاتلاندى، يۈرۈپ كەتتى؛ ئايدىڭلاشتى.

جَلَّى الْفَرَسُ : ئات بەيگىدە ئۆزۈپ چىقتى.

جَلَّى الْهَمَّ عَنْهُ : ئۇنى غەمدىن خالاس قىلدى.

جَلَّى الْقَوْمَ عَنْ أَوْطَانِهِمْ: قەۋمنى ۋەتەنلىرىدىن ھەيدەپ چىقاردى.

«إِنَّمَا عِلْمُهَا عِنْدَرَبِّي لَايُجَلِّيْهَا لِوَقْتِهَا إِلَّا هُوَ» (قرآن) : ئۇنىڭ قاچان بولىدىغانلىقىنى پەقەت پەرۋەردىگارىم بىلىدۇ ، ئۇنى پەقەت ئۆزى بەلگىلىگەن ۋاقىتتا مەيدانغا چىقىرىدۇ.

اَلْجُلَّى : چوڭ ئىش ، بۈيۈك ئىش.

«لَايُدْعَى لِلْجُلَّى إِلَّا أَخُوهَا» : چوڭ ئىشقا پەقەت شۇ ئىشنىڭ ئەھلى چاقىرىلىدۇ.

«قَدَّمَتْ حَرَكَةُ التَّرْجَمَةِ خِدْمَةً جُلَّى لِلثَّقَافَةِ الْعَرَبِيَّةِ» : تەرجىمە ھەرىكىتى ئەرەب مەدەنىيىتى ئۈچۈن چوڭ خىزمەت كۆرسەتكەن.

جَلِيٌّ: روشەن ، ئېنىق ، ئوچۇق ، ئاشكارا ؛ پارقىرىتىلغان.

جَلَمَ يَجْلِمُ جَلْمًا الصُّوفَ: يۇڭ قىرقىدى.

جَلَمٌ ج جِلَامٌ : يۇڭ قىرقىيدىغان قايچا.

جَلْمَدٌ ج جَلَامِدُ: قورام تاش ، چوڭ تاش ، ئۈيۈل تاش ؛ ئۇستىخانلىق ئادەم.

جُلْمُدٌ : كۈچلۈك ئادەم، كۈچتۆڭگۈر ئادەم.

جُلْمُودٌ ج جَلَامِيدُ : قورام تاش ، چوڭ تاش ، ئۈيۈلتاش ؛ ئۇستىخانلىق ئادەم.

جَلَهَ يَجْلَهُ جَلْهًا الرَّجُلُ الشَّيْءَ : ئېچىۋەتتى ، پاش قىلدى ؛ نېرى قىلىۋەتتى ، ئېلىۋەتتى.

جَلْهَةٌ ج جِلَاهٌ: چاچنىڭ پېرىسىمنىڭ چۈشۈپ كېتىشى.

جَلْهَةُ الْوَادِي: قارشى قىرغاق ، ئۇ قىرغاق ، ئۇ

قات.

**جَلْوٌ** : پارقىرىماق، يالتىرىماق.

**جِلْوَازٌ ج جَلَاوِيْزَةٌ** : ساقچى؛ ھۆكۈمران ئادەمنىڭ ئالدىدا يۈگۈر - يېتىم ئىشلارنى قىلىدىغان خادىم.

**جَلْوبَةٌ ج جَلَائِبُ** : سىرتتىن كەلتۈرۈلىدىغان مال؛ يۈك - تاق ئارتىلىدىغان تۆگە.

**جِلْوَةٌ** : تويلۇق؛ تويدا ئوغۇلنىڭ قىزغا بېرىدىغان سوۋغىتى.

**جُلُوسٌ**: ئولتۇرماق.

**عِيْدُ الْجُلُوسِ**: تەختكە ئولتۇرۇش بايرىمى.

**جَلَى يَجْلُوْ جَلَاءً وَجُلُوًّا**: قورقۇنچ ياكى قۇرغاقچىلىق تۈپەيلىدىن ۋەتىنىدىن چىقىپ كەتتى.

**جَلَى عَنْهُ الْهَمَّ** : ئۇنى غەمدىن خالاس قىلدى.

**جَلَى يَجْلِى جَلْيًا وجَلَاءً** : پارقىرىتىۋەتتى.

**اَلْجِلْيُ** : تۇڭلۇك.

**جَلِيْبٌ ج جَلْبَاءُ م جَلْبَى** : جەلپ قىلىنغان، كىرگۈزۈلگەن، ئىمپورت قىلىنغان.

**جَلِيْبَةٌ ج جَلَائِبُ** : سىرتتىن كەلتۈرۈلگەن مال.

**جَلِيْخٌ** : سۇ ئاۋازى.

**جَلِيْدٌ ج جُلَدَاءُ و أَجْلَادٌ**: سەۋرچان، چىداملىق، غەيرەتلىك.

**جَلِيْدٌ** : مۇز.

**«حَوَّلَتْ بُرُودَةُالْجَوِّ مِيَاهَالْبُحَيْرَةِ إِلَى جَلِيدٍ»** : ھاۋانىڭ سوغۇقلىقىدىن كۆل سۈيى مۇز تۇتتى.

**جَبَلٌ جَلِيْدٌ** : مۇز تاغ.

**جَلِيْدِيٌّ** : مۇزلۇق، مۇزدەك.

**اَلْعَصْرُ الْجَلِيْدِيُّ** : مۇز دەۋرى.

**جَلِيسٌ ج جُلَسَاءُ وجُلَّاسٌ**: ھەمراھ، ئۇلپەت، ھەمسۆھبەت، شېرىك، يولداش؛ قېرىنداش.

**جَلْيَطَ يُجَلْيِطُ جَلْيَطَةً** : سۈرتتى، ئېرىتىۋەتتى.

**جَلِيقٌ ج جَلَائِقُ وجُلُوقٌ** : قوپال، توك.

**جَلِيْلٌ ج أَجِلَّاءُ وأَجِلَّةٌ وجِلَّةٌ**: ئۇلۇغ، بۈيۈك، ئالىي، ھۆرمەتلىك.

**اَلْجَلِيْلُ** : ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، ھەممىدىن ئۇلۇغ دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

**صَاحِبُ الْمَقَامِ الْجَلِيلِ** : كاتتا مەرتىۋىلىك.

**جَلِيْلَةٌ ج جَلَائِلُ** : ئۇلۇغ ئىش، مۇھىم ئىش، ئاساسلىق ئىش، ئۇلۇغ كەسىپ.

**جَلِيٌّ** : روشەن، ئېنىق، ئوچۇق.

**«جَلِيٌّ أَنَّ الْعَرَبِيَّةَ لُغَةٌ تَهُمُّ الْمُسْلِمِيْنَ كَافَّةً لِأَنَّهَا لُغَةُ الْقُرْآنِ الْكَرِيْمِ»** : ئەرەب تىلى قۇرئان كەرىمنىڭ تىلى بولغاچقا، پۈتۈن مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ئۇنىڭ مۇھىملىقى ئېنىق.

**اَلْجَلِيَّةُ** : ئېنىق خەۋەر.

**اَلْجَلِيَّةُ مِنَ الْأَمْرِ**: ئىشنىڭ ماھىيىتى، ئىشنىڭ ھەقىقىتى.

**«أَطْلِعْنِي عَلَى جَلِيَّةِ الْأَمْرِ»** : ئىشنىڭ ماھىيىتىدىن مېنى خەۋەردار قىلغىن.

**جِمَاحٌ**: ( ئات ) تۇسۇنلۇق قىلماق؛ ئاساۋلۇق قىلماق.

**كَبَحَ جِمَاحَهُ** : ئۆزىنى تۇتۇۋالدى، كونترول قىلدى، ئۆزىنى چەكلىدى.

**«لَمْ تُفْلِحْ الْإِجْرَاءَاتُ الْإِقْتِصَادِيَّةُ فِي كَبْحِ جِمَاحِ التَّضَخُّمِ»** : پۇل پاخاللىقىنى كونترول قىلىشتا ئىقتىسادىي تەدبىرلەر ئۈنۈم بەرمىدى.

**جَمَادٌ ج جَمَادَاتٌ** : جانسىز نەرسە، مىنېرال، رودا، ئانئورگانىك ماددا؛ جانسىز، ئۆلۈك.

**جَمَادَى الْأُوْلَى** : ھىجرىيىنىڭ 5 - ئېيى.

**جُمَادَى الْآخِرِ**: جامادىيەلئاخىر ( ھىجرىيىنىڭ 6 - ئېيى. )

**قَلَّتِ الْعَيْنُ جُمَادَى** : كۆزدىن ياش چىقماس بولۇپ قالدى.

**جُمَادَيَانِ**: ھىجرىيىنىڭ 5 - ، 6 - ئايلىرى.

**جَمَادِيٌّ** : مىنېراللىق.

**جُمَارَى**: ھەممە.

**جَاءَالْقَوْمُ جُمَارَى**: ئۇلارنىڭ ھەممىسى كەلدى.

**اَلْجُمَارُ**: توپ.

عَدَّ فُلَانٌ إِبِلَهُ جِمَارًا : تۆگىسىنى توپ سانىدى.

جِمَاعٌ : جىنسىي مۇناسىۋەت ، جىما.

بِجِمَاعِ فِكْرِهِ : پۈتۈن دىققەت ــ ئېتىبارى بىلەن.

جَمَاعَةٌ ج جَمَاعَاتٌ : توپ ، بۆلەك ، تۈركۈم ، جامائە ، جامائەت ، گۇرۇپپا ، ئۇرغۇن.

«خَطَبَ رَئِيسُ الْجَامِعَةِ فِي جَمَاعَةٍ مِنَ الطُّلَّابِ» : ئۇنىۋېرسىتېت مۇدىرى نۇرغۇن ئوقۇغۇچىلارغا نۇتۇق سۆزلىدى.

جَمَاعَاتٍ وَأَفْرَادًا : زور تۈركۈم ۋە زور مىقداردا.

«خَرَجَ الْعُمَّالُ مِنْ مَصَانِعِهِمْ جَمَاعَاتٍ وَأَفْرَادًا» : ئىشچىلار زاۋۇتلىرىدىن توپ ــ توپ بولۇپ چىقتى.

جَمَاعِيٌّ : ئورتاق ، كوللېكتىپ.

عَمَلٌ جَمَاعِيٌّ : ئاممىۋى پائالىيەت ، ئاممىۋى خىزمەت ، كوللېكتىپ ئەمگەك.

أَمْنٌ جَمَاعِيٌّ : كوللېكتىپ بىخەتەرلىك ، جامائەت ئامانلىقى.

غِنَاءٌ جَمَاعِيٌّ : ئومۇمخور.

تَدَابِيرُ جَمَاعِيَّةٌ : كوللېكتىپ تەدبىر ، كوللېكتىپ چارە.

«لَقَدْ نَابَ عَنْ جَمَاعَتِهِ وَقَدَّمَ تَقْرِيرًا حَوْلَ تَجْرِبَتِهِمْ لِلدِّرَاسَةِ» : ئۇ پۈتۈن گۇرۇپپىدىكىلەرگە ۋاكالىتەن ئۆگىنىش تەجرىبىلىرىنى تونۇشتۇردى.

جَمَالٌ : گۈزەللىك ، ھۆسن ــ جامال ، چىرايلىقلىق.

عِلْمُ الْجَمَالِ : ئېستېتىكا.

إِلَاهَةُ الْجَمَالِ : گۈزەللىك ئىلاھى.

جُمَانٌ جُمَانَةٌ ج جُمَانَاتٌ : مەرۋايىت ، ئۈنچە.

اَلشُّنَّاعُ جَمَاهِرُ وَقَلَّ مَنْ هُوَ مَاهِرٌ : ھۈنەرۋەن دېگەن كۆپ ، لېكىن ئۇستىسى ئاز.

جُمْبَازٌ. جُمْبَازِيَّةٌ : چامباشچىلىق ، گىمناستىكا.

«اَلطُّلَّابُ يُمَارِسُونَ رِيَاضَةَ الْجُمْبَازِ فِي الْإِسْتِرَاحَةِ بَيْنَ الْحِصَّتَيْنِ» : ئوقۇغۇچىلار دەرس ئارىسىدىكى دەم ئېلىشتا گىمناستىكا ئوينايدۇ.

اَلْجُمْبَازُ عَلَى الْأَجْهِزَةِ: گىمناستىكا (ياغاچ ئات ، تورنىك قاتارلىق تەنتەربىيە سايمانلىرى بىلەن ئوينايدىغان گىمناستىكا).

جُمْبَازِيٌّ : گىمناستىكا ئويىنغۇچى ، تەنھەرىكەتچى.

جُمْبُرِيٌّ: راك ( دېڭىز ھايۋىنى ).

جَمْجَمَ يُجَمْجِمُ جَمْجَمَةً الْكَلَامَ : ئېگىز ــ پەس سۆزلىدى ، قالايمىقان سۆزلىدى ، پەلىپەتىش سۆزلىدى ، تاغدىن ــ باغدىن سۆزلىدى.

جُمْجُمَةٌ ج جَمَاجِمُ : باش سۆڭىكى ؛ چۆچەك ( ياغاچ تاۋاق ) ؛ قەۋەتسىمان چوڭقۇر ، بىر تورلۇك كەمچەن ؛ توزلۇق زېمىنغا كولانغان قۇدۇق.

جَمَحَ يَجْمَحُ جَمْحًا وجِمَاحًا وجُمُوحًا الْحِصَانُ: ئايغىر شاشلىق قىلدى ؛ يۈگۈردى ، چاپتى.

جَمَحَ الرَّجُلُ : ھاۋايى ــ ھەۋەسكە بېرىلدى ؛ ئۆز بېشىمچىلىق قىلدى ، ئۆزى بىلگەنىنى قىلدى ، بەڭۋاشلىق ، تەرسالىق قىلدى.

جَمَحَتِ الْمَرْأَةُ زَوْجَهَا: ئايال ئېرىنى تاشلىۋەتتى.

جَمَحَ إِلَيْهِ: ئالدىرىدى ، يۈگۈردى.

«لَوْيَجِدُونَ مَلْجَأً أَوْ مَغَارَاتٍ أَوْمُدَّخَلًا لَوَلَّوْا إِلَيْهِ وَهُمْ يَجْمَحُونَ» (قرآن) : ئەگەر ئۇلار بېرەر قورغان ياكى غار ياكى گەمىنى تاپسا ئىدى ، ئۇلار شۇ تەرەپكە قاراپ ئەلۋەتتە يۈگۈرۈشكەن بولاتتى.

جَمَحَ يَجْمَحُ جُمْحًا: كونترول قىلدى ، ئۆزىنى تۇتۇۋالدى.

«لَاأَدْرِي كَيْفَ اسْتَطَعْتُ أَنْ أَكْبَحَ جِمَاحَ غَضَبِي فِي وَجْهِ الْإِعْتِدَاءَاتِ» : تاجاۋۇزچىلىق ئالدىدا غەزىپىمنى قانداق بېسىۋالالىغانلىقىمنى ئۇقماي مەن.

جَمَدَ يَجْمُدُ جَمْدًا وَجُمُودًا : قېتىپ قالدى ، ئويۇپ قالدى ، توڭلاپ قالدى.

جَمَدَ الدَّمُ : قان ئويۇپ قالدى.

جَمَدَتْ يَدُهُ: بېخىللىق قىلدى.

«تَجْمُدُ الْأَنْهَارُ أَحْيَانًا فِي الْمَنَاطِقِ الْبَارِدَةِ» :

سوغۇق رايونلاردا بەزىدە دەريالار توڭلايدۇ.

جَمَدٌ ج أَجْمَادٌ : مۇز ؛ قار ؛ تاش ؛ ئېگىز زېمىن.

جَمَرَ يَجْمِرُ جَمْرًا: يىغىلدى ، توپلاندى.

جَمَرَ الْقَوْمُ: ھەممىسى ئىتتىپاقلاشتى ، بىردەك ئىتتىپاقلاشتى.

جَمْرَةٌ ج جَمْرٌ و جِمَارٌ و جَمَرَاتٌ: چوغ ، يېنىپ تۇرغان ئوت.

«اِنْتَظَرَهُ عَلَى أَحَرَّ مِنَ الْجَمْرَةِ» : ئۇ ئۇنى سېغىنىش بىلەن كۈتتى (ساقلىدى).

جَمْرَةٌ : شېغىل تاش ، ئۇششاق تاش.

هُمْ جَمْرَةٌ : ئۇلار كۈچلۈكتۇر.

جَمْرَةٌ حَمِيدَةٌ : ياخشى سۈپەتلىك ئۆسمە.

جَمْرَةٌ خَبِيثَةٌ : يامان سۈپەتلىك ئۆسمە.

جَمْرَةٌ فَارِسِيَّةٌ : غەلۋەرەك.

جُمْرُكٌ ج جَمَارِكُ : تاموژنا.

جُمْرُكِيٌّ : تاموژنىغا ئائىت ، تاموژنا بېجى.

رُسُومٌ جُمْرُكِيَّةٌ : تاموژنا بېجى ، چېگرا بېجى.

جَمَزَ يَجْمِزُ جَمْزًا الْفَرَسُ: ئات چاپتى، يۈگۈردى.

اَلْجُمَّزَةُ ج جُمَّزٌ : ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ئۇرۇقى جايلاشقان پورىكى (غۇنچىسى).

جَمَسَ يَجْمُسُ جُمُوسًا : ئۇيىدى ، توڭلىدى.

جَمَشَ يَجْمُشُ يَجْمِشُ جَمْشًا الرَّأْسَ : باشنى چۈشۈردى ، چاچنى ئالدى.

جَمَعَ يَجْمَعُ جَمْعًا : توپلىدى ، يىغدى ، جەملىدى ، بىرلەشتۈردى.

جَمَعَ الْقُرْآنَ : قۇرئان كەرىمنى يادلىدى ، ھېپىزى قىلدى.

جَمَعَ شَمْلَهُمْ : ئۇلارنى ئىتتىپاقلاشتۇردى ، جەم قىلدى.

جَمَّعَهُ : بىرلەشتۈردى ، ئومۇملاشتۇردى.

جَمَعَ الْأَرْقَامَ: سانلارنى قوشۇپ ھېسابلىدى ، جەملىدى.

جَمَعَ كِتَابًا : كىتاب تەسنىپ قىلدى ، تەھرىرلىدى ، تۈزدى.

جَمَعَ بَيْنَهُمْ : ئۇلارنى ئىتتىپاقلاشتۇردى.

جَمَعَ جَمْعِيَّةً : يىغىن چاقىردى ، يىغىن ئاچتى.

جَمَعَ الْحُرُوفَ «فِي الطِّبَاعَةِ» : ھەرپ تىزدى.

«كُنْتُ فِي الْعَاشِرَةِ مِنْ سِنِّي وَقَدْ جَمَعْتُ الْقُرْآنَ حِفْظًا» : مەن ئون ياش چېغىمدىلا پۈتۈن قۇرئاننى ياد ئېلىپ بولدۇم.

«إِنَّ النَّاسَ قَدْ جَمَعُوا لَكُمْ فَاخْشَوْهُمْ» (قرآن) : شەك - شۈبھىسىزكى ، كىشىلەر سىلەرگە قارشى قوشۇن توپلىدى ، ئۇلاردىن قورقۇڭلار.

جَمْعٌ : يىغماق ، جەملىمەك ، بىرلەشتۈرمەك ، قوشماق.

جَمْعٌ ج جُمُوعٌ : جامائەت ، قوشۇن.

يَوْمُ الْجَمْعِ : قىيامەت كۈنى.

جُمْعُ الْكَفِّ: مۇشت.

«ضَرَبَهُ بِجُمْعِ يَدِهِ» : ئۇنى مۇشت بىلەن ئۇردى.

جُمْعَةٌ، جُمُعَةٌ، يَوْمُ الْجُمُعَةِ: جۈمە كۈنى.

جَمْعِيَّةٌ : توپلانغان ئاما.

جَمْعِيَّةٌ ج جَمْعِيَّاتٌ : جەمئىيەت ، بىرلەشمە ، تەشكىلات ، ئۇيۇشما.

جَمْعِيَّةٌ خَيْرِيَّةٌ : خەيرىيەت ئۇيۇشمىسى.

جَمْعِيَّةُ الْإِسْعَافِ: قۇتقۇزۇش جەمئىيىتى.

جَمْعِيَّةٌ عُمُومِيَّةٌ : چوڭ يىغىن ، قۇرۇلتاي.

جَمْعِيَّةُ الْهِلَالِ الْأَحْمَرِ: قىزىل ھىلال ئاي جەمئىيىتى.

جَمْعِيَّةُ الصَّلِيبِ الْأَحْمَرِ: قىزىل كرېست جەمئىيىتى.

اَلْجَمْعِيَّةُ الْإِسْلَامِيَّةُ الصِّينِيَّةُ : جۇڭگو ئىسلام جەمئىيىتى.

اَلْجَمْعِيَّةُ الْبَشَرِيَّةُ : ئىنسانلار جەمئىيىتى.

اَلْجَمْعِيَّةُ الْعَامَّةُ لِلْأُمَمِ الْمُتَّحِدَةِ : بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى.

جَمَلَ يَجْمُلُ جَمْلًا : خۇلاسىلىدى ، يىغدى ، جەملىدى ؛ قىسقارتتى ، يىغىنچاقلىدى.

جَمُلَ يَجْمُلُ جَمَالًا: چىرايلىق بولدى ، گۈزەل-

لەشتى.

«يَجْمُلُ بِنَا أَنْ نَصْرِفَ هَمَّنَا إِلَى تَهْذِيبِ اللُّغَةِ» : دىققىتىمىزنى تىلنى تۈزەشكە قارىتىشىمىزغا توغرا كېلىدۇ.

**جَمَلٌ ج جِمَالٌ وأَجْمَالٌ وجُمْلٌ وَجِمَالَةٌ ج جِمَالَاتٌ و جَمَائِلُ** : تۆگە.

«اَلْجَمَلُ يَحْمِلُ مَالَا يَقْوَى غَيْرُهُ عَلَى حَمْلِهِ» : تۆگە باشقا ھايۋانلار كۆتۈرەلمەيدىغان نەرسىلەرنى كۆتۈرەلەيدۇ.

**جُمْلَةٌ ج جُمَلٌ**: ئىبارە، جۈملە ؛ ئومۇمىي سان؛ مىقدار ؛ بىر قانچە ؛ نۇرغۇن.

**جُمْلَةُ الْقَوْلِ**: يىغىپ ئېيتقاندا ، قىسقىسى ، ئۇزۇن گەپنىڭ قىسقىسى ، گەپنىڭ پوسكاللىسى.

**جُمْلَةً وَتَفْصِيلًا** : مۇكەممەل ۋە كونكرېت ، تولۇق ۋە تەپسىلىي.

**جُمْلَةً. بِالْجُمْلَةِ** : كۆپ ، كۆپ مىقداردا ، توپ.

**تَاجِرُ الْجُمْلَةِ** : توپ ساتقۇچى سودىگەر.

«هَذِهِ التُّهْمَةُ مُخْتَلَقَةٌ جُمْلَةً وَتَفْصِيلًا» : بۇ تۆھمەت ھەر جەھەتتىن ئېيتقاندا ئويدۇرمىدۇر.

«الشَّرِيعَةُ الْإِسْلَامِيَّةُ هِيَ جُمْلَةُ الْأَوَامِرِ الْإِلَاهِيَّةِ الَّتِي تُنَظِّمُ حَيَاةَ كُلِّ مُسْلِمٍ» : ئىسلام شەرىئىتى ھەربىر مۇسۇلماننىڭ تۇرمۇشىنى رەتكە سالىدىغان ئاللاھ تائالانىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىنىڭ يىغىندىسىدۇر.

**جَمَّ يَجُمُّ جُمُومًا الْمَاءُ**: سۇ توپلاندى، جىقلىدى، جىقلاپ كەتتى ، يىغىلدى.

**جَمَّ الشَّيْءُ**: كۆپەيدى ، يىغىلدى.

**جَمَّ الْبِئْرُ**: قۇدۇق سۇغا تولۇپ كەتتى.

**جَمَّ الشَّخْصُ** : ئارام ئالدى ، كۈچ ـ قۇۋۋىتىنى ئەسلىگە كەلتۈردى.

**جَمَّ يَجُمُّ جَمًّا وجِمَامًا الْمِكْيَالَ** : كەمچەننى تولدۇردى ، تولۇقلىدى.

**جَمَّ الْفَرَسُ**: ئات دەم ئالدى ، ئارام ئالدى.

**جَمٌّ ج جِمَامٌ وجُمُومٌ**: كۆپ ، مول ، جىق.

**جَاؤُوا جَمًّا غَفِيرًا**: ئۇلار كۆپلەپ ، توپ بولۇپ كەلدى.

**جَمُّ النَّشَاطِ** : كۈچ ـ قۇۋۋىتى ئۇرغۇپ تۇرغان.

«وَ تُحِبُّونَ الْمَالَ حُبًّا جَمًّا» «قۇرئان» : مالنى ناھايىتى دوست تۇتىسىلەر.

**جَاءُوا جَمَّاءَ الْغَفِيرِ**: كۆپچىلىك كەلدى ، توپ ـ توپ بولۇپ كەلدى.

**جُمَّارٌ ج جُمَّارَاتٌ** : خورما يىلىمى.

**اَلْجَمَّازُ** : يۈگۈرۈك ئات.

**جُمَّازَةٌ** : ئىككى يېڭى تار يۇڭ توقۇلما تون.

«أَنَّ النَّبِيَّ صَلَّى اللّٰهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ تَوَضَّأَ فَضَاقَ عَنْ يَدَيْهِ كُمَّا جُمَّازَةٍ كَانَتْ عَلَيْهِ» «حديث» : پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرەت ئالغانىدى، ئۈچىسىدىكى تار يەڭلىك يۇڭ توقۇلما توننىڭ ئىككى يېڭى تار كېلىپ قالدى (ئىككى بىلىكىنى يۇيۇشتا)

**جَمَّاسٌ** : پادىچى ، مالچى.

**جَمَّالٌ ج جَمَّالَاتٌ** : تۆگىچى.

**جُمَّةٌ ج جُمَمٌ** : ماڭلاي ، چاچ ؛ سۈيى كۆپ قۇدۇق.

**جَمَّدَ يُجَمِّدُ تَجْمِيدًا**: توڭلاتتى ، توڭلىتىپ قويدى.

**جَمَّدَ الْأَمْوَالَ** : مەبلەغنى توڭلىتىپ قويدى.

**جَمَّرَ يُجَمِّرُ تَجْمِيرًا** : بىرلىككە كەلدى.

**جَمَّرَ الْحَاجُّ** : شەيتانغا تاش ئاتتى.

**جَمَّرَ اللَّحْمَ أَوِ الْخُبْزَ**: گۆش ياكى ناننى چوغ ئۈستىگە قويدى.

**جَمَّرَ اللَّحْمَ**: گۆشنى كاۋاپ قىلدى ، قاقلىدى، پىشۇردى.

**جَمَّرَ شَعْرَهُ** : چېچىنى ئۆرۈدى.

**جَمَّشَ يُجَمِّشُ تَجْمِيشًا**: تاتىلىدى ، قاشلىدى ، غىدىقلىدى.

**جَمَّعَ يُجَمِّعُ تَجْمِيعًا** : يىغدى ، توپلىدى.

«جَمَّعَ ثَرْوَتَهُ مِنْ بَيْعِ الْكُتُبِ الْقَدِيمَةِ» : قەدىمى كىتابلارنى سېتىپ يۈرۈپ پۇل ـ مال توپلىدى.

**جَمَّلَ يُجَمِّلُ تَجْمِيلًا**: زىننەتلىدى ، چىرايلىق قىلدى ، بېزىدى.

**جَمَّلَ الشَّحْمَ** : ياغنى ئېرىتتى.

**جَمَّلَ اللّٰهُ عَلَيْكَ** : ئاللاھ ساڭا گۈزەللىك ئاتا قىلسۇن.

**جُمَّلٌ. حِسَابُ الْجُمَّلِ** : ئەبجەد ھېسابى.

**جَمَّ يَجِمُّ تَجْمِيمًا النَّبَاتُ** : ئۆسۈملۈك بوك ـ باراقسان بولۇپ ئۆستى، توپ ـ توپ بولۇپ ئۆستى.

**اَلْجُمَّيْزُ. اَلْجُمَّيْزَى**: ئەركەك ئەنجۈر.

**جَمْهَرَ يُجَمْهِرُ جَمْهَرَةَ الْقَوْمَ** : توپلىدى، يىغدى.

**جَمْهَرَ الْقَوْمَ** : يىغدى، توپلاندى.

**جُمْهُورٌ ج جَمَاهِيرُ**: ئامما، خەلق ئاممىسى، كۆپچىلىك، كۆپ ساندىكى.

**«مِنْ أَسْبَابِ التَّخَلُّفِ فِى التَّعْلِيمِ الْمِهَنِيِّ أَنَّ جُمْهُورَ الطَّلَبَةِ يَحْتَقِرُ الْعَمَلَ الْيَدَوِيَّ»** : كۆپچىلىك ئوقۇغۇچىلارنىڭ قول ئەمگىكىنى كەمسىتىشى كەسپى مائارىپنىڭ ئارقىدا قېلىشىنىڭ سەۋەبلىرىدىندۇر.

**حَرَكَةٌ جَمَاهِيرِيَّةٌ** : ئاممىۋى ھەرىكەت.

**اَلْجَمَاهِيرُ الْغَفِيرَةُ** : كەڭ ئامما، خەلق ئاممىسى.

**اَلْجَمَاهِيرُ الْعَامِلَةُ** : ئەمگەكچىلەر ئاممىسى.

**جَمَاهِيرِيٌّ**: جامائەتچىلىك؛ كۆپچىلىك.

**جُمْهُورِيٌّ** : ئاممىنىڭ، جۇمھۇرىيەتنىڭ.

**جُمْهُورِيَّةٌ ج جُمْهُورِيَّاتٌ** : جۇمھۇرىيەت، رېسپۇبلىكا.

**حُكُومَةٌ جُمْهُورِيَّةٌ**: خەلق ھۆكۈمىتى.

**حُكُومَةُ جُمْهُورِيَّةِ الصِّينِ الشَّعْبِيَّةِ** : جۇڭخۇا خەلق جۇمھۇرىيىتى.

**جُمُوٌّ** : قېتىپ قالغان، ئۇيۇپ قالغان، ھەرىكەتسىز، جانسىز.

**جُمُوشٌ** : تۈك چۈشۈرىدىغان دورا.

**جُمِيزٌ** : يىغىلىدىغان جاي.

**جُمِيرَةٌ** : ئۆرۈمە چاچ.

**جُمِيشٌ** : تۈك چۈشۈرىدىغان دورا.

**جَمِيعٌ** : ھەممە، بارلىق، كۆپچىلىك، پۈتۈن، پۈتكۈل.

**«أَخَذْتُ حَقِّي جَمِيعَهُ»** : مەن ھەققىمنىڭ ھەممىسىنى ئالدىم.

**«مَايَهُمُّ الْجَمِيعَ يَجِبُ أَنْ يَعْتَنِيَ بِهِ الْجَمِيعُ»** : كۆپچىلىكنىڭ ئىشىنى كۆپچىلىك باشقۇرۇشى كېرەك.

**جَمِيلٌ** : چىرايلىق، گۈزەل، كېلىشكەن؛ ئىلتىپات، مەرھەمەت.

**مَعْرِفَةُ الْجَمِيلِ**: ياخشىلىق قىلغاننى بىلىش، ياخشىلىققا رەھمەت ئېيتىش؛ مىننەتدارلىق.

**عِرْفَانُ الْجَمِيلِ** : ياخشىلىق قىلغاننى بىلىش، ياخشىلىققا رەھمەت ئېيتىش، مىننەتدارلىق.

**نُكْرَانُ الْجَمِيلِ** : ياخشىلىق قىلغاننى بىلمەسلىك، ۋاپاغا جاپا قىلىش، نانكورلۇق قىلىش.

**نَاكِرُ الْجَمِيلِ** : تۇزكور، نانكور.

**جَنَابٌ ج أَجْنِبَةٌ** : جانابى، ئالىي.

**رَحْبُ الْجَنَابِ** : سېخىي، مەرد، كەڭ قول.

**جَنَابُكُمْ** : ئالىيلىرى، جانابلىرى.

**جُنَابٌ** : كۆكرەك ۋاسپالىنىيىسى.

**جَنَابَةٌ** : جۇنۇپ بولماق، ناپاك بولماق.

**يَغْتَسِلُ الْمُسْلِمُ مِنَ الْجَنَابَةِ** : مۇسۇلمان ئادەم جۇنۇپ بولۇپ قالغاندا غۇسۇل قىلىدۇ.

**جَنَاحٌ ج أَجْنِحَةٌ وأَجْنُحٌ وَجَنَاحَاتٌ** : قانات، تەرەپ، يان تەرەپ خانە، ئۆي، ھۇجرا.

**اَللَّيْلُ يَنْشُرُ جَنَاحَيْهِ** : كېچە سوزۇلماقتا.

**حَجَزَ جَنَاحًا فِي الْفُنْدُقِ**: مېھمانخانىدا بىر ئۆينى ئالدىن تىزىملىتىپ قويدى.

**اَلْجَنَاحُ الأَيْمَنُ**: ئوڭ قانات، ئوڭ تەرەپ.

**اَلْجَنَاحُ الأَيْسَرُ**: سول قانات، سول تەرەپ.

**هُوَ فِي جَنَاحِ فُلَانٍ**: ئۇ پالانىنىڭ ھىمايىسىدە.

**جَنَاحُ الطَّائِرِ** : قۇش قانىتى.

**مَقْصُوصُ الْجَنَاحِ** : ئاجىز، زەئىپ، بىچارە.

**عَلَى جَنَاحِ الأَثِيرِ** : رادىئو ئارقىلىق.

**رَجَعَ عَلَى جَنَاحِ سُرْعَةٍ** : ناھايىتى تېزلىك بىلەن قايتىپ كەلدى.

**خَفَقَ لَهُ جَنَاحَهُ** : بويسۇندى ؛ ئىگىلىدى ، كەمتەر مۇئامىلىدە بولدى.

**«وَاخْفِضْ لَهُمَا جَنَاحَ الذُّلِّ مِنَ الرَّحْمَةِ»** «قۇرئان» : ئۇلارغا كامالى مېھرىبانلىقتىن ناھايىتى كەمتەر مۇئامىلىدە بولغىن.

**جُنَاحٌ** : گۇناھ ، جىنايەت.

**جُنَاحُ الطَّرِيقِ** : يول بويى ، يول ياقىسى ، يول چېتى.

**لَاجُنَاحَ عَلَيْهِ** : ئۇنىڭغا كېرەك يوق ، ئۇنىڭغا باك يوق.

**«فَمَنْ حَجَّ الْبَيْتَ أَوِ اعْتَمَرَ فَلَاجُنَاحَ عَلَيْهِ أَنْ يَطَّوَّفَ بِهِمَا»** «قۇرئان» : ھەج قىلغان ياكى ئۆمرە قىلغان ئادەم ئۇلارنىڭ ئارىسىدا سەئيى قىلسا ھېچ باك يوق.

**جَنَازَةٌ ج جَنَازَاتٌ وجَنَائِزُ** : تاۋۇت ، جىنازا؛ ماتەم مۇراسىمى.

**تَشْيِيعُ الْجَنَازَةِ** : مېيىتنى قەبرىستانلىققا ئۇزىتىپ مېڭىش.

**صَلَاةُ الْجَنَازَةِ** : جىنازا نامىزى.

**اَلْجِنَاسُ**: شەكىلداش ( ئىلمىي بالاغەتتە ئىككى سۆزنىڭ شەكلى پۈتۈنلەي ياكى قىسمەن ئوخشىشىپ كېتىشى ) ، قوش مەنىلىك سۆز.

**جَنَانٌ ج أَجْنَانٌ**: يۈرەك ، قەلب.

**ثَابِتُ الْجَنَانِ** : ئىرادىلىك ، يۈرەكلىك.

**جُنَانٌ. جُنَانَةٌ** : قالقان ، دوبۇلغا.

**جِنَايَةٌ ج جِنَايَاتٌ** : جىنايەت ، گۇناھ.

**جِنَائِيٌّ** : جىنايى ، گۇناھقا مەنسۇپ.

**اَلْقَانُونُ الْجِنَائِيُّ** : جىنايى ئىشلار قانۇنى.

**جَنَائِنِيٌّ ج جَنَائِنِيَّةٌ و جَنَايِنِيٌّ** : باغۋەن ، گۈل ئۆستۈرگۈچى ، گۈلچى.

**جَنَبَ يَجْنُبُ جَنْبًا** : ئۇنى ئىتتىرىۋەتتى ، نېرى قىلىۋەتتى ، بىر تەرەپكە قويۇپ قويدى ؛ سىيغمىدى ، كۆرگۈسى كەلدى ؛ يىراقلاشتۇردى.

**«وَاجْنُبْنِي وَبَنِيَّ أَنْ نَعْبُدَ الْأَصْنَامَ»** «قۇرئان» : مېنى ۋە مېنىڭ ئەۋلادلىرىمنى بۇتلارغا چوقۇنۇشتىن يىراق قىلغىن.

**جَنْبٌ ج أَجْنَابٌ وَجُنُوبٌ** : يان ، يان تەرەپ ؛ قىرغاق ؛ بەل ، بىقىن ؛ چەت ياقا.

**«أَحَسَّ فِي جَنْبِهِ أَلَمًا»** : ئۇ بىقىنىنىڭ ئاغرىۋاتقانلىقىنى ھېس قىلدى.

**جَنْبًا لِجَنْبٍ** : مۈرىنى – مۈرىگە تىرەپ.

**بِجَنْبِهِ** : ئۇنىڭ يېنىدا ، يان تەرىپىدە ، ئۇنىڭغا يېقىن.

**ذَاتُ الْجَنْبِ** : كۆكرەك پەردە ياللۇغى ، كۆكرەك ۋاسپالىنىيىسى.

**عَلَى جَنْبٍ** : يېنىدا ، بىر تەرىپىدە.

**جَارُ الْجَنْبِ**: يېقىن قوشنا.

**جَنْبَكَ**: دىققەت قىل ، پەخەس بول ، چەتتە تۇر ، پەخەس بولۇڭ.

**قَرِيبُ جَنْبٍ** : يېقىن تۇغقان.

**بَيْنَ جَنْبَيْهِ**: ئىچىدە.

**جُنُبٌ**: جۇنۇپ ، ناپاك؛ يىراق؛ يېقىن؛ بويسۇنماس؛ مۇساپىر؛ سەپەردىكى ھەمراھ.

**«فَبَصُرَتْ بِهِ عَنْ جُنُبٍ وَهُمْ لَا يَشْعُرُونَ»** «قۇرئان» : ھەمشىرىسى مۇسانى يىراقتىن كۆرۈپ تۇردى ، ھالبۇكى ، ئۇلار تونۇمايتتى.

**جَنْبَةٌ ج جَنَبَاتٌ** : يان ، تەرەپ.

**«كَانَ لِصُرَاخِ الطِّفْلِ صَدَاهُ فِي جَنَبَاتِ الْبَيْتِ»** : كىچىك بالىنىڭ يىغلىغان ئاۋازى ئۆينىڭ ئەتراپىدا ياڭرايتتى.

**جَنْبِيٌّ** : يان تەرەپ.

**جَنَحَ يَجْنِحُ جَنْحًا الطَّائِرُ** : قۇش قانىتىنى يارىلاندۇردى.

**جَنَحَ يَجْنَحُ جَنْحًا وجُنُوحًا**: مايىل بولدى ، قىيسايدى ، قىڭغايدى ، ئاغدى.

**جَنَحَ اللَّيْلُ** : كېچە كىردى ، كېچە يېتىپ كەلدى.

**جَنَحَتِ السَّفِينَةُ**: كېمە تېيىز سۇدا قېيشىپ يەرگە تېگىپ توختاپ قالدى.

**«وَإِنْ جَنَحُوا لِلسَّلْمِ فَاجْنَحْ لَهَا»** «قۇرئان» : ئەگەر ئۇلار تىنچلىققا مايىل بولسا ، سەنمۇ

تىنچلىقىقا مايىل بول.

جِنْحٌ : يان ، يان تەرەپ ، قوغداش، ھىمايە قىلىش.

جُنْحٌ : قانات ؛ تەرەپ.

اَلطَّائِرُ يَطِيرُ بِجَنَاحَيْهِ : قۇش ئىككى قانىتى بىلەن ئۇچىدۇ.

جُنْحٌ مِنَ اللَّيْلِ : كېچىنىڭ بىر قىسمى ؛ كېچە، تۈن.

فِي جُنْحِ اللَّيْلِ : كېچە قاراڭغۇلۇقىدا.

جُنْدٌ ج جُنُودٌ وأَجْنَادٌ: ئەسكەر ، قوشۇن ، ئارمىيە.

جُنُودٌ نِظَامِيُّونَ : دائىمىي ئارمىيە ، مۇنتىزىم قوشۇن.

جِنْدَارٌ ج جَنَادِرَةٌ: مۇھاپىزەتچى قوشۇن ، گۇۋار- دىيە.

جُنْدُبٌ ج جَنَادِبُ: چېكەتكە ، چېكەتكىنىڭ بىر تۈرى.

جَنْدَرَ يُجَنْدِرُ جَنْدَرةً الثَّوْبَ : پارقىراتتى ، پارقىرتىۋەتتى.

جَنْدَرَةٌ ج جِنْدَارَةٌ : پارقىرىتىش ماشىنىسى.

جَنْدَلَ يُجَنْدِلُ جَنْدَلَةً: يىقىتىۋەتتى.

جَنْدَلٌ ج جَنَادِلُ: يوغان تاش ، قورام تاش.

جُنْدِيٌّ ج جُنُودٌ: ئەسكەر ، ھەربىي.

اَلْجُنْدِيُّ الْمَجْهُولُ: قۇربان بولغان نامسىز قەھرىمان ( ئۇنىڭ قەبرىسى قۇربان بولغانلارغا سىمۋول قىلىنىدۇ. )

جُنْدِيَّةٌ : ھەربىي خىزمەت ئۆتەش تۈزۈمى.

جَنَزَ يَجْنِزُ جَنْزًا الشَّيْءَ : نەرسىنى ياپتى ، ئەتتى ، يوشۇردى.

جَنَسَ يَجْنُسُ جَنْسًا التَّمْرُ: خورمىنىڭ ھەممىسى ئوخشاش پىششىپ كەتتى.

جَنِسَ يَجْنَسُ جَنَسًا السَّائِلُ: سۇيۇقلۇق قېتىپ قالدى.

جِنْسٌ ج أَجْنَاسٌ: تۈر، خىل ؛ ئىرق ، ئۇرۇق؛ قانداشلىق.

«مَاإِنْ ظَهَرَ الْإِسْلَامُ حَتَّى اعْتَنَقَهُ أَقْوَامٌ مِنْ مُخْتَلِفِ الأَجْنَاسِ» : ئىسلام دىنى مەيدانغا كېلىشى بىلەنلا تۈرلۈك مىللەت خەلقلىرى ئۇنىڭغا ئېتىقاد قىلدى.

اَلْجِنْسُ: دۆلەت تەۋەلىكى ، مىللىتى.

اَلْجِنْسُ الْبَشَرِيُّ: ئىنسانىيەت ، ئادەمىزات.

اَلْجِنْسُ اللَّطِيْفُ : ئاياللار ، قىزلار.

عِلْمُ الأَجْنَاسِ الْبَشَرِيَّةِ: ئىرقشۇناسلىق.

جِنْسِيٌّ : جىنسلىق ، ئۇرۇقلۇق ؛ تۈرلۈك.

شُذُوذٌ جِنْسِيٌّ : تەبىئىي جىنسىي ئالاقە قائىدى- سىدىن چەتنەپ كېتىش.

جِنْسِيَّةٌ: دۆلەت تەۋەلىكى ؛ مىللىتى، پۇقرالىق.

يَحْمِلُ جِنْسِيَّةً مَغْرِبِيَّةً: ئۇ ماراكەش پۇقراسى.

عَلَاقَةٌ جِنْسِيَّةٌ : جىنسىي مۇناسىۋەت.

جَنَفَ يَجْنِفُ جُنُوفًا وجَنِفَ جَنَفًا : بۇرۇلۇپ كەتتى ، ئادىشىپ كەتتى، خاتالاشتى، زۇلۇم قىلدى.

«هُمْ أَهْلُنَا وَإِنْ جَنَفُوا عَلَيْنَا» : ئۇلار بىزگە زۇلۇم قىلسىمۇ يەنە ئۆز خەلقىمىزدۇر.

جَنَفٌ: زۇلۇم ، ناھەقچىلىق ، ھەقىقەتتىن بۇرۇ- لۇپ كېتىش ، ياۋۇزلۇق ، ۋەھشىيلىك.

جَنَقَ يَجْنِقُ جِنْقًا الْحَجَرَ : مەنجانىقتىن تاش ئاتتى.

جُنْكٌ ج جُنُوكٌ: چوڭ زىل.

جَنَّ يَجُنُّ جَنًّا وجُنُونًا : يېپىۋالدى ، يوشۇردى ، توسىۋالدى ، پەردىلىدى.

جَنَّ اللَّيلُ: قاراڭغۇ چۈشتى ، كېچە بولدى.

«فَلَمَّاجَنَّ عَلَيهِ اللَّيْلُ رَأَي كَوْكَبًا» «قرآن» : ئىبراھىم كېچىنىڭ قاراڭغۇلۇقى باسقاندا بىر يۇلتۇزنى كۆرۈپ . . .

جَنَّ الْجَنِينُ: بالىياتقۇدا تۆرەلمە پەيدا بولدى.

جُنَّ جَنًّا: ساراڭ بولدى.

جُنَّ جُنُونُهُ : ساراڭلىقى تۇتتى.

جِنٌّ : جىن ، ئالۋاستى.

جَنَّازٌ : خرىستىئان دىنىدا مېيىت ئۇزىتىش مۇراسىمى.

**جَنَّانٌ** : باغۋەن ، گۈل ئۆستۈرگۈچى ، گۈلچى.

**جَنَّبَ يُجَنِّبُ تَجْنِيبًاهُ** : ئۇنى ئەتتىسرىۋەتتى ، بىر تەرەپتە قويۇپ قويدى ؛ سىغىندى ؛ يىراقلاشتى.

**جَنَّةٌ ج جَنَانٌ وجِنَّاتٌ**: جەننەت ، بېھىش ، باغ.

**أَهْلُ الْجَنَّةِ**: ئەھل جەننەت ، جەننەت ئەھلى.

**جَنَّةُ الخُلْدِ** : مەڭگۈلۈك جەننەت.

**جَنَّاتُ عَدْنٍ**: ئەدن جەننىتى.

**جِنَّةٌ** : ساراڭلىق ، تەلۋىلىك ؛ جىن.

**جُنَّةٌ ج جُنَنٌ** : قوغدايدىغان نەرسە ، يوشۇرۇن تۇرىدىغان نەرسە ، پەردە ، دەرپەردە ، قالقان.

**«اَلصَّومُ جُنَّةٌ» «حديث»** : روزا ھاۋايى ـ ھەۋەسلەردىن ساقلايدۇ.

**جَنَّحَ يُجَنِّحُ تَجْنِيحًا الشَّيْءَ**: قاناتلاندۇردى ، قانات بەردى.

**جَنَّحَ يَدَيْهِ** : قولىنى پۇلاڭلاتتى.

**جَنَّحَهُ**: ئۇنى ئىلھاملاندۇردى ، رىغبەتلەندۈردى.

**جَنَّدَ يُجَنِّدُ تَجْنِيدًا الْعَسَاكِرَ**: ئەسكەر توپلىدى ، ئەسكەر ئالدى ، ئەسكەر يىغدى.

**جَنَّدَ فُلاَنًا** : ئەسكەر قىلدى ، ھەربىي قىلدى.

**«جُنِّدَعَدَدٌ كَبِيرٌمِنَ الْمُوَاطِنِينَ بِسَبَبِ الْحَرْبِ الْقَائِمَةِ»** : ئۇرۇش بولۇۋاتقانلىقتىن، زور تۈركۈمدىكى يۇرتداشلار ئەسكەرلىككە ئېلىندى.

**جَنَّزَ يُجَنِّزُ تَجْنِيزًا** : ياپتى ، يوشۇردى.

**جَنَّزَ الْمَيِّتَ**: مېيىتنى جىنازىغا قويدى ، مېيىتنى ياپتى.

**جَنَّسَ يُجَنِّسُ تَجْنِيسًا بِهِ** : . . . غا ئوخشىدى.

**جَنَّسَهُ** : دۆلەت تەۋەلىككە كىرگۈزدى.

**جَنَّقَ يُجَنِّقُ تَجْنِيقًا الْحَجَرَ**: مەنجانىقتىن تاش ئاتتى.

**جَنَّنَ يُجَنِّنُ تَجْنِينًا** : ساراڭ قىلىپ قويدى.

**جِنِّيٌّ**: ساراڭلىق ، جىننى.

**جِنِّيَّةٌ ج جِنِّيَّاتٌ** : ئايال جىن.

**جَنُوبٌ**: جەنۇب ، جەنۇب تەرەپ.

**جَنُوبٌ ج جَنَائِبُ** : جەنۇب شامىلى ، جەنۇب ، جەنۇب تەرەپ.

**جَنُوبًا**: جەنۇب تەرەپكە ، جەنۇبتا.

**جَنُوبِيٌّ**: جەنۇبلۇق.

**جُنُونٌ**: ساراڭلىق، مەجنۇنلۇق.

**«اِتَّهَمَتْهُ الصُّحُفُ بِجُنُونِ الْعَظَمَةِ»** : مەتبۇئات ئۇنى ئەقىلگە سىغمايدىغان چوڭچىلىق قىلدى دەپ ئەيىبلىدى.

**اَلْجُنُونُ فُنُونٌ**: ساراڭلىق خىلمۇ خىل بولىدۇ.

**جُنُونِيٌّ**: ساراڭلىق.

**«يَسُوقُ بَعْضُ النَّاسِ سَيَّارَاتِهِمْبِسُرْعَةٍجُنُونِيَّةٍ»** : بەزى كىشىلەر ماشىنىسىنى ئادەتتىن تاشقىرى تېز ھەيدەيدۇ.

**جَنَى يَجْنِي جِنَايَةً**: گۇناھ قىلدى ، جىنايەت ئۆتكۈزدى.

**جَنَى يَجْنِي جَنْيًا الثَّمَرَ** : مېۋە ئۈزدى ، مېۋە يىغدى.

**«مَنْ يَخْلُصْ لِوَطَنِهِ فَسَيَجْنَى ثَمَرَةَ هَذَا الإِخْلاَصِ»** : كىمكى ئۆزىنىڭ ۋەتىنىگە ئىخلاس قىلسا، ئۇ شۇ ئىخلاسمەنلىكىنىڭ مېۋىسىنى ئۈزىدۇ.

**جَنَى الْفَائِدَةَ**: پايدا قازاندى.

**جَنَى الذَّهَبَ** : ئالتۇن قازدى.

**اَلْجَنِيبُ** : ئىتائەتچان ، كۆنۈك ؛ ئىگىسى يېتىلەپ ماڭغان تۆگە ياكى ئات ؛ مۇساپىر ، غېرىب ؛ بىر خىل ياخشى سورتلۇق خورما.

**جَنِينٌ ج أَجِنَّةٌ وأَجْنُنٌ**: تۆرەلمە ، هامىلە.

**جُنَيْنَةٌ ج جُنَيْنَاتٌ وَجَنَائِنُ** : باغچا.

**جُنَيْهٌ ج جُنَيْهَاتٌ** : فوند ، جۇنەيە.

**جُنَيْهٌ إِنْكِلِيزِيٌّ**: فوند ستېرلىڭ ( ئەنگلىيە پۇل بىرلىكى).

**جُنَيْهٌمِصْرِيٌّ** : مىسىر فوندى ( مىسىر پۇل بىرلىكى.)

**جَنِيٌّ**: يېڭى پىشقان.

**«وَهُزِّي إِلَيْكِ بِجِذْعِ النَّخْلَةِ تُسَاقِطْ عَلَيْكِ رُطَبًا**

جَنِيًّا» «قۇرئان» : خورما دەرىخىنى ئۈز تەرەپىڭگە ئىرغىتقىن، ئالدىڭغا پىشقان يېڭى خورمىلار تۆكۈلىدۇ.

جِهَادٌ : غازات، جەڭ، جىھاد.

جِهَارٌ : جاكارلىماق، ئېلان قىلماق، ئاشكارا، ئوچۇق.

لَقِيَهُ نَهَارًا جِهَارًا : ئاشكارا ئۇچراشتى.

«ثُمَّ إِنِّي دَعَوْتُهُمْ جِهَارًا» «قۇرئان» : ئاندىن مەن ئۇلارنى توۋلاپ دەۋەت قىلدىم.

جِهَازٌ ج أَجْهِزَةٌ: سايمان، جابدۇق، ئەسۋاب، ئۈسكۈنە؛ ئاپپارات، سىستېما، ئورگان.

جِهَازُ الْعُرُوسِ: قىز مېلى ( ياتلىق قىلىنغان قىز ئاتا - ئانىسىدىن ئېرىنىڭ ئۆيىگە ئېلىپ بارىدىغان نەرسىلەر. )

جِهَازُ الدَّوْلَةِ : دۆلەت ماشىنىسى، دۆلەت ئورگىنى، دۆلەت ئاپپاراتى.

جِهَازُ الْإِرْسَالِ اللَّاسِلْكِيُّ: سىمسىز تېلېگراف ئاپپاراتى، تېلېگراف ئاپپاراتى.

اَلْجِهَازُ الْحُكُومِيُّ : ھۆكۈمەت ئورگىنى.

جِهَازُ الْأَمْنِ: ئامانلىق ساقلاش ئاپپاراتى.

اَلْجِهَازُ الذَّرِّيُّ : ئاتوم ئېنېرگىيە يەنچىش ماشىنىسى.

جِهَازُ التَّكْيِيفِ : ھاۋا تەڭشىگۈچ.

«جِهَازُ التَّكْيِيفِ عَطْلَانٌ لَايَعْمَلُ» : ھاۋا تەڭشىگۈچ بۇزۇق ئىشلىمەيدۇ.

جِهَازٌ صِحِّيٌّ : ساقلىقنى ساقلاش ئۈسكۈنىلىرى.

جِهَازُ التَّنَفُّسِ : نەپەس ئېلىش سىستېمىسى.

جِهَازُ التَّدْفِئَةِ الْمَرْكَزِيَّةِ: پار قازان؛ ئىسسىقلىق تارقىتىش مەركىزى.

جِهَازٌ عَصَبِيٌّ: نېرۋا سىستېمىسى.

جِهَازٌ دَمَوِيٌّ: قان ئايلىنىش سىستېمىسى.

جِهَازُ الْهَضْمِ : ھەزىم قىلىش سىستېمىسى.

اَلْجِهَازُ التَّنَاسُلِيُّ : تاناسىل ئەزا سىستېمىسى، جىنسىي ئەزا.

اَلْجِهَازُ الْإِقْتِصَادِيُّ : ئىقتىسادىي ئورگان.

أَجْهِزَةُ النَّقْلِ: قاتناش قوراللىرى.

أَجْهِزَةُ الْإِعْلَامِ : ئاخبارات ئورگانلىرى.

أَجْهِزَةُ الطَّاقَةِ الذَّرِّيَّةِ : ئاتوم ئېنېرگىيە قۇرۇلمىسى.

جَهَالَةٌ: بىلمەسلىك، بىلىمسىزلىك، نادانلىق؛ ئەخمەقلىق، ھاماقەتلىك، دۆتلۈك.

جَهَامٌ : يامغۇرسىز بۇلۇت؛ تۇتەك.

جَهَامَةٌ : قوشۇمىسى تۈرۈلۈپ كەتمەك، قاپىقى چۈشۈپ كەتمەك، چىرايى تۇتۇلماق.

جِهْبِذٌ. جَهْبَذٌ ج جَهَابِذَةٌ: ئۆتكۈر، چوڭقۇر، پىكىرلىك.

جَهَدَ يَجْهَدُ جَهْدًا: تىرىشتى، كۈرەش قىلدى؛ كۈچى يەتمەيدىغان ئىشنى يۈكلىدى.

جَهَدَ يَجْهَدُ جَهْدًا الدَّابَّةَ : ئۇلاغنى جۇدۇتىۋەتتى.

«كَانَ يَجْهَدُ لِأَنْ يُكْمِلَ دِرَاسَتَهُ فِي وَقْتٍ مُبَكِّرٍ» : ئۇ ئۆزىنىڭ ئوقۇشىنى بالدۇرراق تاماملاش ئۈچۈن تىرىشاتتى.

جَهْدٌ ج جُهُودٌ : مۇشەققەت؛ كۈچ سەرپ قىلماق، تىرىشماق، تىرىشچانلىق؛ چارچاش.

بَذَلَ جَهْدَهُ : كۈچ سەرپ قىلدى، تىرىشچانلىق كۆرسەتتى، بارلىق كۈچىنى ئىشقا سالدى.

«لَمْ يَدَّخِرْ جَهْدًا فِي سَبِيلِ تَرْبِيَةِ أَبْنَائِهِ» : باللىرىنى تەربىيىلەش يولىدا قولىدىن كېلىشىچە تىرىشتى.

جُهْدٌ: قابىلىيەت، ئىقتىدار، كۈچ - قۇۋۋەت؛ ئىمكانىيەت.

بِجُهْدِ جَهِيدٍ : ئىمكانىيەتنىڭ بارىچە.

أَفْرَغَ جُهْدَهُ: ھەر جەھەتتىن تىرىشتى.

جُهْدَ طَاقَتِهِ: كۈچى يېتىشىچە، كۈچىنىڭ بارىچە، قولىدىن كېلىشىچە.

أَقْصَى الْجُهْدِ: قولىدىن كېلىشىچە، كۈچىنىڭ يېتىشىچە.

جُهْدَ الْمُسْتَطَاعِ : ئىمكانىيەتنىڭ بارىچە، كۈچىنىڭ يېتىشىچە.

جَهَرَ يَجْهَرُ جَهْرًا : جاكارلىدى، ئېلان قىلدى، ئاشكارىلىدى، ئۇقتۇردى.

جَهَرَ الشَّيْءُ : ئاشكارا بولدى.

**جَهَرَ الصَّوْتَ:** ئاۋازىنى كۆتۈردى، تۈزلىدى.

**جَهَرَ بِالْقَوْلِ :** ئاۋازلىق سۆزلىدى.

**«وإِنْ تَجْهَرْ بِالْقَوْلِ فَإِنَّهُ يَعْلَمُ السِّرَّ وَأَخْفَى»**
‹قرآن› : ئەگەر سەن ئاشكارا سۆزلىسەڭ (ياكى يوشۇرۇن سۆزلىسەڭ، ئاللاھنىڭ نەزىرىدە ئوخشاشتۇر) چۈنكى ئۇ، سىرنى ۋە ئۇنىڭدىنمۇ مەخپىيرەك ئىشلارنىبىلىپ تۇرىدۇ.

**جَهَرَ يَجْهَرُ جَهَارَةً الصَّوْتُ :** ئاۋاز جاراڭلىدى، كۆتۈرۈلدى.

**جَهْرٌ. جَهْرَةً :** جاكارلىماق، ئېلان قىلماق؛ ئاشكارا، ئوچۇق.

**عَبَّرَ عَنْ رَأْيِهِ جَهْرًا:** پىكرىنى ئاشكارا ئوتتۇرىغا قويدى.

**سِرًّا وجَهْرًا:** يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا، مەخپىي ۋە ئاشكارا.

**«لَايُحِبُّ اللّٰهُ الْجَهْرَ بِالسُّوءِ مِنَ الْقَوْلِ إِلَّا مَنْ ظُلِمَ»** ‹قرآن›: زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىدىن باشقا (ھەرقانداق كىشىنىڭ) ئاشكارا يامان سۆز قىلىشىنى ئاللا ياقتۇرمايدۇ.

**«لَنْ نُؤْمِنَ لَكَ حَتَّى نَرَى اللّٰهَ جَهْرَةً»** ‹قرآن›: ئاللاھنى ئوپئوچۇق كۆرمىگىچە ساڭا ھەرگىز ئىشەنمەيمىز.

**جُهْرٌ:** سالاپەت، قىياپەت.

**جُهْرُ الرَّجُلِ:** سالاپىتى، سىرتقى قىياپىتى، قەددى ـ قامىتى، كۆرۈنۈشى.

**جَهَزَ يَجْهَزُ جَهْزًا عَلَى الْجَرِيحِ:** ئۆلتۈرۈۋەتتى.

**جَهَشَ يَجْهَشُ جَهْشًا وجُهُوشًا وجَهْشَانًا :** يىغا تۇتتى.

**جَهَشَ إِلَيْهِ :** قورقۇپ ئېتىلدى.

**جَهَشَ الصَّبِيُّ إِلَى أُمِّهِ:** كىچىك بالا قورقۇپ ئانىسىغا ئېتىلدى.

**جَهْشَةٌ ج جَهَشَاتٌ :** كۆز يېشى، ياش.

**جَهَضَ يَجْهَضُ جَهْضًا:** تۇستى، مەنئىي قىلدى، چەكلىدى، ئالدىنى ئالدى.

**جِهْضٌ :** چۈشۈك، چالا تۇغۇلغان بالا.

**جَهْضٌ :** بويىدىن ئاجراش؛ بالا چۈشۈرۈش.

**جَهِلَ يَجْهَلُ جَهْلًا وَجَهَالَةً :** بىلمىدى، تونۇمىدى، دۆتلۈك قىلدى، ھاماقەتلىك قىلدى.

**«مَازِلْنَا نَجْهَلُ بِحَقَائِقِ الْعَالَمِ الْخَارِجِيِّ» :** تاشقى دۇنيانىڭ نازۇك تەرەپلىرىنى يەنىلا بىلمەيمىز.

**جَهْلٌ :** بىلمەسلىك، بىلمىسىزلىك، نادانلىق، ئەخمەقلىق.

**جَهْلٌ مُطْبِقٌ :** قارا تۇرۇكلۇك، ھېچنەرسىنى بىلمەسلىك، ئېلىپنىڭ سونۇقىنى بىلمەسلىك.

**جَهَمَ وجَهِمَ يَجْهَمُ جَهْمًا :** قاپىقىنى تۈرۈپ قارشى ئالدى، چىرايى تۇتۇق قارشى ئالدى.

**جَهُمَ يَجْهُمُ جَهَامَةً:** قوشۇمىسى تۈرۈلۈپ كەتتى، قاپاقلىرى تۈرۈلدى، چىرايى تۇتۇلدى.

**جَهْمٌ :** چىرايى تۇتۇق، قاپىقى تۈرۈك، سۈرۈن تەلەت؛ قاپىقىنى تۈرۈپ قارشى ئالماق، سوغۇق قارشى ئالماق.

**إِسْتَقْبَلَهُ بِوَجْهٍ جَهْمٍ :** ئۇنى سوغۇققىنا قارشى ئالدى.

**جَهَنَّمُ :** دوزاخ، جەھەننەم.

**جَهَنَّمِيٌّ :** دوزىخى؛ ئاقىلانە ھەرىكەت؛ ھەددىدىن زىيادە.

**رَسَمَ خُطَّةً جَهَنَّمِيَّةً :** ئۇ ئاقىلانە پىلان تۈزدى.

**«قَادَ السَّيَّارَةَ بِسُرْعَةٍ جَهَنَّمِيَّةٍ» :** ئۇ ماشىنىسىنى ئۆلگۈدەك تېز ھەيدىدى.

**جَهَنَّمِيَّةٌ :** دوزىخى.

**آلَةٌ جَهَنَّمِيَّةٌ :** قەرەللىك بومبا.

**جَهَّزَ يُجَهِّزُ تَجْهِيزًا :** تەييارلىدى، راسلىدى، تەييار قىلدى، تەمىن ئەتتى.

**«جُهِّزَتِ الْمَدَارِسُ بِمَا تَحْتَاجُ مِنَ الْكُتُبِ وَالْأَدَوَاتِ» :** مەكتەپلەر ئېھتىياجلىق بولغان كىتاب ۋە قوراللار بىلەن تەمىنلەندى.

**جَهَّلَ يُجَهِّلُ تَجْهِيلًا الشَّخْصَ :** كىشىنى نادانلىقتا قالدۇردى، ساۋاتسىز قالدۇردى.

**جَهَّى يُجَهِّى تَجْهِيَةً الْجُرْحَ :** يارا ئېغىزىنى چوڭايتىۋەتتى.

**جَهْوَاءُ:** سوپسۇزۇك، ئوچۇق.

سَمَاءٌ جَهْوَاءُ: سۈپسۈزۈك ئاسمان.

جَهْوَرِيٌّ : جاراڭلىق ، ئاۋازلىق ، ياڭراق.

رَجُلٌ جَهْوَرِيُّ الصَّوْتِ : يۇقىرى ئاۋازلىق ئادەم، ئاۋازى جاراڭلىق ئادەم.

جَهُولٌ ج جُهَلَاءُ : نادان ، بىلىمسىز ، ساۋاتسىز ، جاھىل ، ئەخمەق ، گالۋاڭ ، دۆت.

جَهِيَ يَجْهَى جَهًى الْبَيْتُ : ئۆي خاراب بولدى ، خارابىلىققا ئايلاندى.

جَهِيرٌ ج جُهَرَاءُ : كۆرۈنەرلىك ، جاراڭلىق، يۇقىرى ئاۋاز؛ لايىق.

كَانَ جَهِيرَ الصَّوْتِ : ئۇ يۇقىرى ئاۋازلىق ئىدى.

هُوَ جَهِيرٌ لِلْمَعْرُوفِ: ئۇ ياخشىلىققا لايىق.

اَلْجَهِيزُ : يىنىك ماڭىدىغان ، تېز يۈگۈرىدىغان.

مَوْتٌ جَهِيزٌ : ئۇشتۇمتۇت ئۆلۈم.

جَهِيضٌ : چۈشۈك ، چالا تۇغۇلغان بالا.

جَوَابٌ ج أَجْوِبَةٌ وَجَوَابَاتٌ: جاۋاب ، جاۋاب قايتۇرۇش.

جَوَابٌ مُسْكِتٌ : رەت قىلغىلى بولمايدىغان جاۋاب.

جَوَابِيٌّ : جاۋاب.

«رَدَّ عَلَيْهِ رِسَالَةً جَوَابِيَّةً» : ئۇنىڭغا جاۋاب خەت قايتۇردى.

جَوَادٌ ج جِيَادٌ وأَجْيَادٌ وأَجَاوِيدُ: ياخشى ئات ، يۈگۈرۈك ئات ، چاپقۇر ئات ، يورغا ئات.

«لِلْجَوَادِ الْعَرَبِيِّ الْأَصِيلِ مَكَانَةٌ مَرْمُوقَةٌ فِي الْعَالَمِ أَجْمَعَ» : ئەسىللىك ئەرەب ئېتى پۈتۈن دۇنيادا كۆرۈنەرلىك ئورۇنغا ئىگە.

جَوَادٌ ج أَجْوَادٌ وأَجَاوِدُ وأَجَاوِيدُ وجُودٌ وَجُودَةٌ وجُودَاءُ : سېخىي ، مەرد ، قولى ئوچۇق.

جِوَارٌ: قوشنىدارچىلىق ، باشپاناھلىق.

لَهُ حَقْلٌ بِجِوَارِ أَحَدِ الْأَنْهَارِ: ئۇنىڭ بىر ئۆستەڭ يېنىدا ئېتىزلىقى بار.

مُعَاهَدَةُ حُسْنِ الْجِوَارِ: ئىناق قوشنىدارچىلىق شەرتنامىسى.

اِنْتَقَلَ إِلَى جِوَارِ رَبِّهِ: ۋاپات بولدى ، ئالەمدىن ئۆتتى.

«شَاهَدْتُ شَيْخًا كَبِيرًا وَاقِفًا بِجِوَارِي» : ياشانغان بىر بوۋاينىڭ يېنىمدا تۇرغانلىقىنى كۆردۈم.

سِيَاسَةُ حُسْنِ الْجِوَارِ: ئىناق قوشنىدارچىلىق سىياسىتى.

جَوَارِش . جَوَارِيشُ: قەنت - گېزەك ، تاتلىق يېمەكلىكلەر.

جَوَازٌ ج أَجْوِزَةٌ و جَوَازَاتٌ: كىملىك ، پۇقرالىق كىنىشكىسى.

جَوَازٌ : پاسپورت.

«حَصَلْتُ عَلَى جَوَازِ الْمُرُورِ لِمُدَّةِ سَنَةٍ» : مۇددىتى بىر يىللىق پاسپورتقا ئېرىشتىم.

جَوَازٌ شَرْعِيٌّ : قانۇنلۇق كىنىشكا.

جَوَازُ السَّفَرِ : يول خېتى ؛ پاسپورت.

جُوَالٌ ج جُوَالَاتٌ وَأَجْوِلَةٌ : خالتا ، تاغار ، چىپتا.

جُوَانِيٌّ ج جُوَانِيَّاتٌ : پەلەي ، قولقاپ.

جَوْبٌ: ساياھەت قىلماق ، كەزمەك.

جَوْبَةٌ ج جُوَبٌ : ئازگال ، ئورەك.

جُوخٌ ج أَجْوَاخٌ: يۇڭ توقۇلما.

اَلْجُوخَةُ: ئورەك.

جَوْدٌ : مول ، كۆپ.

مَطَرٌ جَوْدٌ : مول يامغۇر.

جُودٌ: مەردلىك ، سېخىيلىق.

جَوْدَةٌ . جُودَةٌ : ياخشى ، مۇنەۋۋەر ، ئەۋزەل ؛ ئۈنۈم ، نەتىجە ؛ ئالاھىدە ئىپسىل ، سۈپەتلىك.

جَوْدَةُ الْكَلَامِ فِي الْاِخْتِصَارِ: سۆزنىڭ پاساھەتلىكى ئىخچاملىقتا.

جَوْذَرٌ . جُوذَرٌ ج جَوَاذِرُ: ياۋا كالا موزىيى.

جَوْرٌ : زۇلۇم ، ئېزىش ، خارلاش ؛ ناھەقچىلىق.

جَوْرَبٌ ج جَوَارِبُ وجَوَارِبَةٌ وجَوْرَبَاتٌ : پايپاق ، قىسقا پايپاق.

جَوْرَبٌ قَصِيرٌ : قىسقا پايپاق.

أُرِيدُ أَنْ أَشْتَرِيَ جَوَارِبَ نَايْلُون: نىلون پايپاق سېتىپ ئالماقچىمەن.

جَوْزٌ ج أَجْوَازٌ: ياڭاق.

جَوْزٌ أَرْقَمُ : خاسىلك.

جَوْزٌ أَمْرِيكِيٌّ: قارا ياڭاق.

جَوْزُ الْبَلُّوطِ: دۇپ ياڭىقى ، توڭگۇز ياڭىقى.

جَوْزُ جُنْدُمٍ : موخ.

جَوْزُ الْمَرَجِ: كاكىنەچ ، شۇخلەك ، غارغار ، قىزىل قۇلاق.

جَوْزٌ هِنْدِيٌّ : جەۋزى ھىندى ، يېزى ، كوكۇس.

جَوْزُ الطِّيبِ : جوزبوۋا ، جويۇز.

جَوْزٌ أَو فَرْدٌ: جۈپ سان ياكى تاق سان.

خَشَبُ جَوْزٍ: ياڭاق ياغىچى.

أَجْوَازُ الْفَضَاءِ: يۇقىرى ئالەم بوشلۇقى.

«حَلَّقَ فِي أَجْوَازِ الْفَضَاءِ» : ( قۇش ) ھاۋا بوشلۇقىدا ئەگىدى.

اَلْجَوْزَاءُ: جەۋزا بۇرجى ، قوش يۇلتۇز ، جورا يۇلتۇز.

جَوْزَلُ الْحَمَّامِ ج جَوَازِلُ : باچكا ، كەپتەر بالىسى.

جَوْزِيٌّ : ياڭاق رەڭ.

جَوْسَقٌ ج جَواسِقُ و جَوَاسِيقُ : ساراي ، قەسىر، ئوردا.

جَوْشَنٌ ج جَوَاشِنُ : كۆكرەك ؛ ساۋۇت ؛ يېرىم كېچە.

جُوعٌ: ئاچلىق ، ئاچارچىلىق.

جَوِفَ يَجْوَفُ جَوَفًا : بوش قالدى ، كاۋاك بولۇپ قالدى.

جَوْفٌ ج أَجْوَافٌ: ئىچى ، ئىچكى قىسمى ؛ قورساق.

جَوْفُ الْأَرْضِ: يەر ئاستى ، يەر قاتلىمىنىڭ ئىچكى قىسمى.

جَوْفُ الْخِضَمِّ : ئوكياننىڭ چوڭقۇر يېرى.

فِي جَوْفِ اللَّيْلِ: يېرىم كېچە ، تۈن يېرىم.

«وَلَمَّا كُنَّا فِي جَوْفِ اللَّيْلِ أَيْقَظَنِي لِلسُّحُورِ» : يېرىم كېچىدە مېنى سوھۇرلۇققا ئويغاتتى.

كَلِمَاتٌ جَوْفَاءُ : قۇرۇق گەپ.

جَوْفِيٌّ: يوغان قورساق.

مِيَاهٌ جَوْفِيَّةٌ: يەر ئاستى سۈيى.

جَوقٌ ج أَجْوَاقٌ : جامائەت ، ئامما ؛ دراما مۇزىكا ئەترىتى ؛ كىچىك خور گۇرۇپپىسى.

جَوْقَةٌ ج جَوْقَاتٌ: دراما ئۆمىكى ، سەنئەت ئۆمىكى ، ئانسامبىل.

جَوْقَةُ الشَّرَفِ: ھۆرمەت قاراۋۇلى.

جَوْقَةٌ مُوسِيقِيَّةٌ : مۇزىكا ئەترىتى ، ئوركېستىر ، مۇزىكىچىلار ، سازەندىلەر.

جَوْلٌ. جَوْلَانٌ : سەيلە قىلماق ، ئايلانماق ، چۆرگىلىمەك ، جەۋلان قىلماق.

جَوْلَةٌ: ساياھەت قىلىش ، ئايلىنىش ، مېڭىش ، ( تەنھەرىكەتتە ) بىر مەيدان.

جَوْلَقٌ ج جَوَالِقُ و جَوَالِيقُ: خالتا ، تاغار ، چىپتا ، قاپ.

اَلْجُومُرُ: خورما يىلىمى ؛ گور ؛ باش.

جَوْنٌ ج جُونٌ: ئاق ؛ قارا ؛ سۆس قىزىل.

جَوْنٌ مِنَ الْخَيْلِ: قارا ئات.

جُوْنٌ. جُونَةٌ ج جُوَنٌ و جُوْنٌ: قولتۇق ، بوغۇز ؛ ( دېڭىزنىڭ ) پورت.

جَوْهَرٌ ج جَوَاهِرُ : ماھىيەت ، مېغىزى ، يىلىك، قىممەتلىك تاش ، جەۋھەر.

«كَانَ يَتَمَنَّى أَنْ يَجُودَ عَلَى زَوْجَتِهِ بِالْجَوَاهِرِ» : ئۇ ئايالىغا قىممەتلىك تاشلارنى سوۋغا قىلىشنى ئارزۇ قىلاتتى.

اَلْجَوْهَرُ الْفَرْدُ : ئاتوم.

جَوْهَرَةٌ ج جَوْهَرَاتٌ : گۆھەر ، ئۈنچە ، ياقۇت ، مەرۋايىت ، جەۋھەر.

جَوْهَرِيٌّ : مۇھىم ، ماھىيەتلىك ، ئاساسلىق.

جَوْهَرِيَّةٌ : مۇھىم ، ماھىيەتلىك ، ئاساسلىق.

جَوٌّ ج جِوَاءٌ: ھاۋا، ھاۋا بوشلۇقى؛ ئاتموسفېرا.

جَوُّ الْبَيْتِ : ئۆينىڭ ئىچى.

جَوُّ كُلِّ شَيْءٍ : ئىچكى قىسىم ، ئىچىدىكى ،

ئىچى.

«جَرَتِ الْمُبَاحَثَاتُ فِي جَوٍّ وُدِّيٍّ» : مۇزاكىرە دوستلۇق كەيپىيات ئىچىدە ئۆتتى.

«جَرَتِ الْمُنَاقَشَاتُ فِي جَوٍّ يَسُودُهُ التَّفَاهُمُ» : مۇزاكىرە ئۆزئارا چۈشىنىش كەيپىياتى ئىچىدە ئۆتتى.

«كَانَ الْجَوُّ مُمْطِرًا أَوْ بَارِدًا» : ھاۋا يامغۇرلۇق ياكى سوغۇق ئىدى.

«أَلَمْ يَرَوا إِلَى الطَّيْرِ مُسَخَّرَاتٍ فِي جَوِّ السَّمَاءِ» «قۇرئان» : ئۇلار قۇشلارنىڭ ھاۋادا ئۇچۇشقا بويسۇندۇرۇلغانلىقىنى كۆرمىدىمۇ؟

جَوَّابٌ : ساياھەتچى ، سەيياھ، يۇرت كېزەر.

جَوَّادٌ : سېخىي ، قولى ئوچۇق ، مەرد.

جَوَّاسٌ : ئارسلان.

جَوَّالٌ : سەيلە قىلغۇچى ، كۆپ ئايلانغۇچى ، كۆپ كەزگۈچى ؛ سەرگەردان ، يۇرت كېزەر.

بَائِعٌ جَوَّالٌ : سەييارە سېتىقچى.

جَوَّالَةٌ : موتسىكلېت؛ سەيياھ ، ساياھەتچى.

جَوَّانِيٌّ : ئىچكى قىسمى.

جَوَّدَ يُجَوِّدُ تَجْوِيدًا : ياخشىلىدى ؛ گۈزەللەشتۈردى، يۇقىرى كۆتۈردى.

جَوَّدَ الْقَارِئُ : قارىي قۇرئاننى تەجۋىد قائىدىسى بويىچە ئوقۇدى.

«أَرَادَ بِكِتَابِهِ أَنْ يُسَاعِدَ النَّاشِئِينَ عَلَى أَنْ يُجَوِّدُوا إِنْتَاجَهُمُ الشِّعْرِيَّ وَالنَّثْرِيَّ» : ئۇ ئۆزىنىڭ كىتابى بىلەن ئۆسمۈرلەرنىڭ شېئىر، رىۋايەت ۋە نەسرى ئىجادىيىتىنىڭ سۈپىتىنى يۇقىرى كۆتۈرۈشنى كۆزدە تۇتقان.

جَوَّزَ يُجَوِّزُ تَجْوِيزًا الأَمْرَ : رۇخسەت قىلدى ، جايىز قىلدى ؛ يول قويدى ؛ كەڭچىلىك قىلدى ؛ تەكشۈرۈپ بېكىتتى.

جَوَّزَ الْحُكْمَ : ھۆكۈمنى جائىز قىلدى ، قوبۇل قىلدى.

جَوَّزَ لِلطَّالِبِ مَا صَنَعَ : ئوقۇغۇچىغا قىلغان ئىشىغا رۇخسەت قىلدى.

جَوَّعَ يُجَوِّعُ تَجْوِيعًا : ئاچ قويدى ، ئاماقتىن توستى.

جَوِّعْ كَلْبَكَ يَتْبَعْكَ : ئىتىڭنى ئاچ قويساڭ ساڭا ئەگىشىدۇ.

جَوَّلَ يُجَوِّلُ تَجْوِيلاً الْبِلاَدَ : ئايلاندى ، كەزدى ؛ سەيلە قىلدى.

جَوِّيٌّ : ھاۋالىق ، ھاۋاغا مەنسۇپ ، كەيپىيات.

أُسْطُولٌ جَوِّيٌّ : ھاۋا ئارمىيىسى.

بَرِيدٌ جَوِّيٌّ : ئاۋئاتسىيە پوچتىسى ، ھاۋا پوچتىسى.

حَجَرٌ جَوِّيٌّ : ئاسماندىن چۈشكەن تاش ، مېتېئورىت.

اَلضَّغْطُ الْجَوِّيُّ : ھاۋا بېسىمى ، ئاتموسفېرا.

شَرِكَةُ الْخُطُوطِ الْجَوِّيَّةِ : ئاۋئاتسىيە شىركىتى.

ظَاهِرَةٌ جَوِّيَّةٌ : ئاتموسفېرا ھادىسىلىرى.

عِلْمُ الظَّاهِرَةِ الْجَوِّيَّةِ : ھاۋارايى ئىلمى.

اَلأَرْصَادُ الْجَوِّيُّ : مېتېئورولوگىيە.

مَحَطَّةُ الأَرْصَادِ الْجَوِّيَّةِ : ھاۋارايى پونكىتى ، ھاۋارايى ئىستانسىسى.

قُوَّاتٌ جَوِّيَّةٌ : ھاۋا ئارمىيىسى.

غَارَةٌ جَوِّيَّةٌ : ھاۋا ھۇجۇمى.

اَلنَّشْرَةُ الْجَوِّيَّةُ : ھاۋارايى خەۋىرى ، ھاۋارايىدىن مەلۇمات.

جَوِيَ يَجْوَى جَوًى : قايغۇردى ، ھەسرەت چەكتى، ئېچىندى؛ ئىشق ئوتىدا كۆيدى.

جَوًى : كۆيۈك ، يوشۇرۇن ئىشق ـ مۇھەببەت؛ قايغۇ ـ ھەسرەت.

جُوَيْدَار : قارا بۇغداي ، يالىڭاچ ئارپا.

جَيْئَةً وَذِهَابًا : ئالدى ـ كەينىگە ماڭدى.

«كَانَ يَقْطَعُ الْغُرْفَةَ جَيْئَةً وَذِهَابًا» : ئۇ ئۆيدە ئالدى ـ كەينىگە ماڭاتتى.

جَيَّالٌ . جَيَّالَةٌ : سېرتلان.

جَيْبٌ ج جُيُوبٌ : يۈرەك ، دىل ؛ قويۇن ؛ ياقا ؛ يانچۇق.

قَامُوسُ الْجَيْبِ : يانچۇق لۇغىتى.

سِكِّينُ الْجَيْبِ : قەلەمتىراچ ، بەكە.

مَصْرُوفُ الْجَيْبِ : پارچە ـ يۇرات چىقىم.

**سَاعَةُالْجَيبِ:** يانچۇق سائىتى، قويۇن سائىتى.

**نَاصِحُ الْجَيْبِ :** سادىق ، سەمىمىي ، پىداكار ، ئىخلاسمەن.

**مِنْ جَيْبِهِ الْخَاصِّ :** ئۆز پۇلى بىلەن ، ئۆزنەپ-قىسى بىلەن ، ئۆز خىراجىتى بىلەن ، ئۆز راسخوتى بىلەن.

**جَيْحُونْ:** ئامۇ دەرياسىنىڭ قەدىمكى نامى.

**جِيدٌ ج أَجْيَادٌ وَجُيُودٌ :** بويۇن.

**جِيرٌ :** ھاك ، گەج.

**طَلِيَ الْجِدَارُ بِالْجِيرِ :** تام گەج بىلەن سۇۋالدى.

**جِيرٌ حَيٌّ :** خام ھاك.

**مَاءُ الْجِيْرِ :** ھاك سۈيى.

**جِيرٌ مُطْفَأٌ:** پىششىق ھاك.

**نِتْرَاتُ الْجِيْرِ :** ئازوتلاشتۇرۇلغان ھاك.

**جِيْرَةٌ :** قوشنىدارچىلىق ؛ باشپاناھلىق قوشنا.

**جِيْزٌ :** ئويمانلىقنىڭ ياقىسى.

**جَيْشٌ ج جُيُوشٌ :** ئارمىيە ، قوشۇن ، قىسىم.

**جَيْشٌ نِظَامِيٌّ :** مۇنتىزىم قوشۇن.

**جَيْشُ التَّحْرِيْرِ الشَّعْبِيِّ الصِّيْنِيِّ :** جۇڭگو خەلق ئازادلىق ئارمىيىسى.

**جَيْشٌ جَرَّارٌ :** زور قوشۇن.

**جَيْشٌ مُرَابِطٌ :** جايلاشتۇرۇلغان ، تۇرۇشلۇق قىسىم.

**جَيْشُ الْمُتَطَوِّعِيْنَ :** پىدائىي قىسىم.

**جَيْشُ الإِحْتِلَالِ:** ئىشغالىيەتچى قوشۇن.

**وَحْدَاتُ الْجَيْشِ:** ھەربىي ئورگان ، ئارمىيىنىڭ ھەرقايسى قىسىملىرى ، ھەربىي تارماقلار.

**مَجْلِسُ الْجَيْشِ:** ھەربىي كېڭەش ، ھەربىي كومىتېت ، ھەربىي ئىشلار يىغىنى.

**جَيَشَانٌ :** قاينام - تاشقىنلىق ، قايناق ؛ جوش ئۇرماق ، ئۇرغۇماق ؛ ئۆركەش ، دولقۇن.

**جَيَشَانُ النَّفْسِ :** كۆڭلى ئېلىشماق ، قۇسماق ، ياندۇرماق.

**جَيَشَانٌ عَالٍ :** زور داۋالغۇش.

**جَيْصٌ ج أَجْيَاصٌ :** ئوسۇرۇق ، يەل.

**اَلْجَيْعَمُ :** كۆرگەنلا نەرسىنى يېگۈسى كېلىدىغان ئادەم ، ئاچكۆز.

**جِيْفَةٌ ج جِيَفٌ وأَجْيَافٌ :** پۇراپ قالغان جەسەت ؛ تاپ.

**جِيلٌ ج أَجْيَالٌ :** ئەسىرداش كىشىلەر ، زاماندداش كىشىلەر ؛ ئۇرۇق - ئەۋلاد ؛ ئۇرۇق ، مىللەت ، قەبىلە ؛ بىر ئەۋلاد ، دەۋر.

**جِيلُ الشُّيُوخِ :** ياشانغانلار.

**«مَا أَعْلَمُ مِنْ جِيلٍ كَانَ أَخْبَثَ مِنْكُمْ» :** سىلەردىنمۇ ناچارراق بىر ئەۋلاد ئادەملەرنى كۆرگۈنۈم يوق.

**اَلْجِيْلُ الصَّاعِدُ:** يېڭى ئەۋلاد.

**عَلَى مَرِّ الأَجْيَالِ:** زاماننىڭ ئۆتۈشى بىلەن.

**مِنْ جِيْلٍ إِلَى جِيْلٍ :** ئەۋلادتىن - ئەۋلادقا.

**جِيُولُوجِيَا :** گېئولوگىيە.

**جِيُولُوجِيٌّ:** گېئولوگ.

**جَيَّارٌ :** ھاكچى ، ھاك كۆيدۈرۈش ئىشچىسى.

**جَيَّارَةٌ ج جَيَّارَاتٌ :** ھاك خۇمدىنى.

**جَيَّاشٌ :** ئۆركەشلەپ ئۇرغۇچى ، دولقۇنلىغۇچى.

**جَيَّبَ يُجَيِّبُ تَجْيِيْبًا الْقَمِيصَ :** كۆڭلەككە يانچۇق قىلدى.

**جَيِّدٌ :** ياخشى ، ئوبدان ، سېخىي ، قولى ئوچۇق ، مەرد.

**نَجَحَ بِدَرَجَةِ جَيِّدٍ:** ئىمتىھاندا « ياخشى » دېگەن نەتىجىگە ئېرىشتى.

**جَيِّدٌ جِدًّا :** ناھايىتى ياخشى.

**جَيِّدًا :** ياخشى ، ئوبدان ، ئەلا ، ئېسىل ، خىل ، گۈزەل ، ئەۋزەل.

**جَيَّرَ يُجَيِّرُ تَجْيِيْرًا الْمَنْزِلَ :** ئۆينى ئاقارتتى ، ئۆينى ئاقلىدى.

**جَيَّرَ الْبِئْرَ :** قۇدۇقنى چوڭقۇرلاتتى.

**جَيَّرَ الصَّكَّ :** ھۆججەتكە ئىمزا قويدى.

**جَيَّصَ يُجَيِّصُ تَجْيِيْصًا :** ئوسۇردى ، يەل قويۇۋەتتى.

# ح

ح ‹حَاءٌ›: ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ ئالتىنچى ھەرپى بولۇپ، ئەبجەد ھېسابىدا «8» نى بىلدۈرىدۇ.

حَابَ يَحُوبُ حَوْبًا وَ حُوبًا وَ حَوْبَةً بِكَذَا: جىنايەت ئۆتكۈزدى، گۇناھ قىلدى.

حَابٌ. حَابَةٌ: گۇناھ، جىنايەت.

حَابِلٌ: تۇزچى، قاپقان قۇرغۇچى، قاماق سالغۇچى؛ سېھىرگەر؛ توقۇمىچى.

حَابِلُ النَّسِيجِ: ئۆرۈش يىپ.

اِخْتَلَطَ الْحَابِلُ بِالنَّابِلِ: قالايمىقانلىشىپ كەتتى، مالىماتاڭ بولۇپ كەتتى.

حَابَى يُحَابِي مُحَابَاةً وَ حِبَاءً: ياردەم بەردى، يان باستى.

حَابَى الْقَاضِي فِي الْحُكْمِ: قازى ياكى سودىيە ھۆكۈم چىقىرىشتا ئېغىپ كەتتى، قازى يان باستى، تەرىپىنى ئالدى.

حَابَى الْوُجُوهَ: يالاقچىلىق قىلدى، خۇشامەت قىلدى، تەخسىكەشلىك قىلدى.

حَابَى الصَّبِيَّ: كىچىك بالىنى ئېغىزلاندۇردى.

حَاجَ يَحُوجُ حَوْجًا: نامراتلاشتى، كەمبەغەللەشتى، موھتاج بولدى.

حَاجِبٌ ج حَوَاجِبُ: ياپقۇچى، سەتىر قىلغۇچى؛ قاش.

حَوَاجِبُ كَثِيفَةٌ: قويۇق قاش، قاراقاش.

حَاجِبٌ ج حَجَبَةٌ وَ حُجَّابٌ: زىيارەتچى ۋە مېھمانلارنى كۈتكۈچى خادىم، مۇلازىم؛ دەرۋازىۋەن؛ توساق؛ ھەر نەرسىنىڭ چېتى.

حَاجَةٌ ج حَاجٌ وَ حَوْجٌ و حَاجَاتٌ وَ حَوَائِجُ: ھاجەت، ئېھتىياجلىق نەرسە، نەرسە ـ كېرەك؛ ئېھتىياج، زۆرۈرىيەت؛ ئارزۇ ـ تىلەك.

قَضَى الْحَاجَةَ: ھاجەتتىن چىقتى؛ چوڭ مەدەت قىلدى.

«لَا حَاجَةَ لِي بِهِ»: ئۇنىڭغا موھتاج ئەمەسمەن، ئۇنىڭغا ھاجىتىم يوق.

قَضَى حَاجَتَهُ: ئارزۇسىنى قاندۇردى.

لَا حَاجَةَ بِهِ إِلَيَّ: موھتاج بولمايدۇ، ھاجەت ئەمەس.

هُوَ فِي حَاجَةٍ إِلَى: ئۇ . . . غا موھتاج.

«لِكُلِّ إِنْسَانٍ حَاجَاتُهُ الْمَادِّيَّةُ وَ الرُّوحِيَّةُ»: ھەر بىر ئىنساننىڭ ماددى ۋە مەنىۋى ئېھتىياجلىرى بولىدۇ.

«خَرَجَ لِشِرَاءِ بَعْضِ الْحَوَائِجِ الْمَنْزِلِيَّةِ»: بەزى ئائىلە لازىمەتلىكلىرىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن چىقتى.

حَاجَّ يُحَاجُّ مُحَاجَّةً وَحِجَاجًا: مۇنازىرىلەشتى؛ ھۆججەتلەشتى، جېدەللەشتى، تالاش ـ تارتىش قىلدى.

«أَلَمْ تَرَ إِلَى الَّذِي حَاجَّ إِبْرَاهِيمَ فِي رَبِّهِ» ‹قرآن›: پەرۋەردىگارى توغرىسىدا ئىبراھىم بىلەن مۇنازىرىلەشكەن ئادەمنى كۆرمىدىڭمۇ ؟

«وَحَاجَّهُ قَوْمُهُ قَالَ أَ تُحَاجُّونِّي فِي اللهِ وَقَدْ هَدَانِ» ‹قرآن›: ئىبراھىمنىڭ قەۋمى ئۇنىڭ بىلەن مۇنازىرىلەشتى . ئىبراھىم ئېيتتىكى : «مېنى ئاللاھ ھىدايەت قىلغان تۇرسا، مەن بىلەن ئاللاھ ( نىڭ مەۋجۇتلۇقى ۋە بىرلىكى ) توغرۇلۇق مۇنازىرىلىشەمسىلەر؟».

حَاجٌّ ج حُجَّاجٌ وحَجِيجٌ. حُجٌّ م حَاجَّةٌ ج حَوَاجٌّ: ھەج قىلغۇچى، ھاجى.

«أَجَعَلْتُمْ سِقَايَةَ الْحَاجِّ وَعِمَارَةَ الْمَسْجِدِ» ‹قرآن›: سىلەر ھاجىلارنى سۇ بىلەن تەمىنلەشنى، مەسچىتى ھەرەمنى ئاۋات قىلىشنى . . . ئوخشاش ھېسابلامسىلەر؟.

حَاجَّةٌ: قۇلاقنىڭ يۇمشىقى.

حَاجِزٌ ج حُجْرَانٌ : ئېگىزلىكتىكى ئويمان يەر ؛ هاجىلارنىڭ كارامخانىسى.

حَاجِزُ الْعَيْنِ : كۆز چانىقى.

حَاجِزٌ ج حَجَزَةٌ وَ حَوَاجِزُ : پاسىل ، توساق ، دەرپەردە ؛ قىلمىچنىڭ بىسى.

حَاجِزُ السُّلَّمِ : رېشاتكا ، سالاسۇن ، ۋادەك ، توساق.

حَاجِزُ الْأَمْوَاجِ : تىگەن ، سۇ توسمىسى.

حَاجِزٌ جُمْرُكِيَّةٌ : تاموژنا ، قاراۋۇلخانا ، چازا.

حَوَاجِزُ حَرَجِيَّةٌ وَاقِيَةٌ : ئىھاتە ئورمانلىقى.

سِبَاقُ الْحَوَاجِزِ : تەنھەرىكەت مۇسابىقىسىدا سەكرەپ ئۆتىدىغان ياغاچ.

إِجْتَازَ الْحَوَاجِزَ : توسقۇنلۇقلاردىن ئۆتۈپ كەتتى.

دَوْلَةٌ حَاجِزَةٌ : توقۇنۇشنى پەسەيتكۈچى دۆلەت.

حَاجَى يُحَاجِي مُحَاجَاةً وَ حِجَاءً : تېپىشماق تېپىشتا يېڭىپ چىقتى.

«إِشْتَرَى حَاجِيَاتِهِ مِنَ السُّوقِ» : بازاردىن ئېھتىياجلىق نەرسىلەرنى سېتىۋالدى.

حَاجِيَاتٌ: لازىمەتلىك نەرسىلەر.

حَادَيَحُودُحَوْدًا: نېرى تۇردى، قاچتى، بۇرالدى.

حَادَ يَحِيدُ حَيْدًا عَنْ كَذَا : بۇرۇلۇپ كەتتى ، چەتنىدى ، چەتنەپ كەتتى.

حَادَ بِهِ عَنِ الطَّرِيقِ : يولدىن بۇرۇلۇپ كەتتى ، يولدىن چىقىپ كەتتى.

حَادَ الْقِطَارُ مِنَ الْخَطِّ : پويىز رېلىستىن چىقىپ كەتتى.

«وَجَاءَتْ سَكْرَةُ الْمَوْتِ بِالْحَقِّ ذَلِكَ مَاكُنْتَ مِنْهُ تَحِيدُ» «قرآن» : ئۆلۈمنىڭ سەكراتى ھەقىقەتنى ئېلىپ كەلدى ، سەن ئۇنىڭدىن قاچاتتىڭ.

حَادَثَ يُحَادِثُ مُحَادَثَةً : سۆزلەشتى ، سۆھبەتلەشتى، پاراڭلاشتى.

حَادَثَ السَّيْفَ : قىلىچىنى پارقىرىتىۋەتتى.

حَادِثٌ ج حَوَادِثُ : يېڭى.

حَادِثَةٌ ج حَادِثَاتٌ و حَوَادِثُ : ۋەقە ، ھادىسە ، بالايىئاپەت ، كۈلپەت.

حَادِثَةٌ عَرَضِيَّةٌ : تاسادىپىي ۋەقە.

مَكَانُ الْحَادِثَةِ : نەق مەيدان ، ۋەقە يۈز بەرگەن جاي.

حَادِثَةُ الْمُرُورِ : قاتناش ۋەقەسى.

حَوَادِثُ مَحَلِّيَّةٌ: يەرلىك ۋەقەلەر.

كَثِيرُ الْحَوَادِثِ: ۋەقە كۆپ بولىدىغان ، ھادىسە كۆپ يۈز بېرىدىغان.

«إِزْدَادَتْ حَوَادِثُ الْمُرُورِ نَتِيجَةَ السُّرْعَةِ الَّتِي يَسِيرُ بِهَا سَائِقُوا السَّيَّارَاتِ» : شوپۇرلارنىڭ ماشىنىلارنى تېز ھەيدىشى تۈپەيلىدىن قاتناش ھادىسىلىرى كۆپەيدى.

حَادَّ يُحَادُّ مُحَادَّةً: دۈشمەنلەشتى.

«لَاتَجِدُ قَوْمًا يُؤْمِنُونَ بِاللّٰهِ وَالْيَوْمِ الْآخِرِ يُوَادُّونَ مَنْ حَادَّ اللّٰهَ وَرَسُولَهُ وَلَوْ كَانُوا آبَاءَهُمْ أَوْ أَبْنَاءَهُمْ أَوْ إِخْوَانَهُمْ أَوْعَشِيرَتَهُمْ» «قرآن» : ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان بىر قەۋمنىڭ ئاللاھ بىلەن ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىلەن قارشىلاشقانلارنى ، ئۇلارنىڭ ئاتىلىرى ، ئوغۇللىرى ، يا قېرىنداشلىرى، يا ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى بولغان تەقدىردىمۇ دوست تۇتقانلىقىنى كۆرمەيسەن.

حَادَّةٌ : تۇتاشتى ، چېگرىلاشتى ؛ ئۇنى غەزەپلەندۈردى ؛ ئاسىيلىق قىلدى.

«أَلَمْ يَعْلَمُوا أَنَّهُ مَنْ يُحَادِدِ اللّٰهَ وَرَسُولَهُ فَأَنَّ لَهُ نَارَ جَهَنَّمَ خَالِدًا فِيهَا» «قرآن» : ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە كىمىكى قارشىلىق كۆرسىتىدىكەن ، ئۇنىڭ دوزاختا كىرىدىغانلىقىنى، دوزاختا مەڭگۈ قالىدىغانلىقىنى بىلمەمدۇ؟

حَادٌّ ج حِدَادٌ : ئۆتكۈر ، كەسكىن، تېز، ئىتتىك.

حَادُّ الْبَصَرِ: كۆزى ئۆتكۈر.

حَادُّ الذِّهْنِ: زېھنى ئۆتكۈر ، پىكرى ئوچۇق.

حَادُّالطَّبْعِ : مىجەزى چۇس ، مىجەزى ئىتتىك.

حَادٌّ عَلَى : ھازا ئاچماق ، ماتەم تۇتماق.

تَصْفِيقٌ حَادٌّ : گۈلدۈراس ئالقىش ، گۈلدۈراس چاۋاك.

أَلَمٌ حَادٌّ : قاتتىق ئاغرىق.

آلَةٌ حَادَّةٌ : ئۆتكۈر قورال؛ ئۆتكۈر تىغ.

رَائِحَةٌ حَادَّةٌ : ئۆتكۈر پۇراق.

لَهْجَةٌ حَادَّةٌ: قاتتىق غەزەپ ، قاتتىق تىل.

«أَجَابَنِي بِلَهْجَةٍ حَادَّةٍ» : ماڭا كەسكىن تەلەپپۇزدا جاۋاب بەردى.

حَادِرٌ : سېمىز.

حَادَلَ يُحَادِلُ مُحَادَلَةً : ھىيلىگەرلىك قىلدى ، تۈلكىلىك قىلدى.

حَادُورٌ ج حَوَادِيرُ : سۆرگە دورىسى.

حَادٍ ج حُدَاةٌ : ناخشا ئېيتىپ تۆگە ھەيدىگۈچى ؛ يۇلتۇز.

حَاذَ يَحُوذُ حَوْذًا الدَّابَّةَ : ئۇلاغنى تېز ھەيدىدى.

حَاذَ عَلَى الشَّيْءِ: قوغدىدى.

حَاذَرَ يُحَاذِرُ مُحَاذَرَةً: ساقلاندى، ھەزەر قىلدى، ئالدىنى ئالدى، ئېھتىيات قىلدى، پەخەس بولدى؛ ھەزەر ئەيلەشتى، ئېھتىيات قىلىشتى.

حَاذِرٌ ج حَاذِرُونَ : تەييارلانغۇچى ، تەييار تۇرغۇچى.

حَاذِقٌ ج حُذَّاقٌ وَ حِذَاقٌ : ماھىر ، ئۇستا ، ماھارەتلىك ، پۇختا بىلىدىغان.

طَبِيبٌ حَاذِقٌ: ئۇستا تېۋىپ ، ئۇستا دوختۇر.

حَاذَى يُحَاذِي مُحَاذَاةً : روبىرو بولدى ، ئۇدۇلدا بولدى.

حَارَ يَحُورُ حَوْرًا : قايتتى.

حَارَ فِي أَمْرِهِ : تەمتىلىكتە قالدى ، ھودۇقۇپ قالدى.

حَارَ الْقُمَاشُ : رەختنى تازىلىدى.

«إِنَّهُ ظَنَّ أَنْ لَنْ يَحُورَ» «قرآن» : ئۇ پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىغا قايتمايمەن دەپ گۇمان قىلدى.

حَارَتِ الْعَيْنُ : شەھلا كۆزلۈك بولدى ، كۆزنىڭ ئېقى ئاق ، قارىچۇقى قارا ، يۇمىلاق بولدى.

حَارَ الشَّيْءُ: كېمەيدى؛ كاساتلاشتى.

حَارَ الثَّوْبَ: كىيىمنى يۇدى ، تازىلىدى.

حَارَ يَحَارُ حَيْرًا وَ حَيْرَةً : ئېزىپ قالدى ، يول تاپالمىدى ؛ ھودۇقۇپ قالدى.

حَارَ فِي أَمْرِهِ : تېڭىرقاپ قالدى ، ئالاقزادە بولۇپ قالدى.

حَارَ بَصَرُهُ : كۆزى ئىمىر - چىمىر بولۇپ كەتتى.

«حَارَ مَاذَا يَفْعَلُ وَقَدْ حَلَّتْ بِهِ مُصِيبَةٌ تِلْوَ أُخْرَى» : كەينى - كەينىدىن پېشكەللىككە ئۇچراپ ، نېمە قىلىشىنى بىلمەي قالدى.

حَارَبَ يُحَارِبُ مُحَارَبَةً الْعَدُوَّ : دۈشمەن بىلەن جەڭ قىلدى ، دۈشمەننى قىردى.

حَارَبَ اللّٰهَ : ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلدى ، گۇناھ قىلدى.

حَارَةٌ ج حَارَاتٌ : كوچا ، مەھەللە.

حَارِثٌ ج حُرَّاثٌ : دېھقان.

أَبُو الْحَارِثِ : شىر.

حَارِدٌ: ئاچچىقلانغۇچى ، غەزەپناك بولغۇچى.

حَارٌّ : ئىسسىق؛ قىزغىن ، سەمىمىي.

جَوٌّ حَارٌّ : ئىسسىق ھاۋا.

مَاءٌ حَارٌّ : ئىسسىق سۇ.

يَنْبُوعٌ حَارٌّ : ئارشاڭ.

مِنْطَقَةٌ حَارَّةٌ : ئىسسىق بەلۋاغ.

فُلْفُلٌ حَارٌّ : تىلنى قورۇغۇچى لازا.

فَوَّارَةُ مَاءٍ حَارٍّ : فونتان، ئارشاڭ.

«إِسْتَقْبَلَهُ إِسْتِقْبَالًا حَارًّا» : ئۇنى قىزغىن قارشى ئالدى.

حَارَّةٌ : رايون ، كوچا ، مەھەللە.

حَارِسٌ ج حُرَّاسٌ : قاراۋۇل ، مۇھاپىزەتچى ، قوغدىغۇچى.

حَارِسٌ قَضَائِيٌّ: مال - مۈلۈكنى پېچەتلىگۈچى ، مال - مۈلۈكنى مۇسادىرە قىلغۇچى.

حَارَضَ يُحَارِضُ مُحَارَضَةً عَلَى الْعَمَلِ: داۋاملاشتۇردى ، چىڭ تۇردى ، قەتئىي داۋاملاشتۇردى.

حَارِقٌ مُتَعَمِّدٌ: ئوت قويغۇچى.

**حَارِكٌ:** تاغاق ، مۆره.

**حَارِكُ الْحِصَانِ:** ئات يايلى.

**حَارُوقَةٌ:** ئۈتكۈر ، كەسكىن ، ئىتتىك.

**حَازَ يَحُوزُ حَوْزاً وَ حِيَازَةً:** ئىگىلىدى ، ئىگە بولدى ، قولغا كەلتۈردى ، ئېرىشتى.

**«حَازَتْ هَذِهِ الْمُقْتَرَحَاتُ قَبُولَ الْمُؤْتَمَرِ» :** بۇ تەكلىپلەر قۇرۇلتاي تەرىپىدىن قوبۇل قىلىندى.

**حَازَ جَائِزَةً:** ئېرىشتى.

**حَازَ يَحِيزُ حَيْزًا وَ حِيَازَةً:** ئېرىشتى ؛ مايىل بولدى ؛ بۆلۈۋالدى ؛ ئىگىلىۋالدى، ئىشغال قىلىۋالدى ، ئىگە بولۇۋالدى.

**حَازِبٌ ج حَوَازِبُ:** بەختسىزلىك ، پېشكەللىك.

**حَازِرٌ:** مۆلچەرلىگۈچى ، تەخمىنەنلىگۈچى ، بەلگىلىگۈچى ؛ ئېچىپ قالغان.

**حَازَّ يُحَازُّ مُحَازَّةً:** تەكشۈردى ، قاراپ چىقتى.

**حَازِقَةٌ:** جامائەت ، ئادەملەر توپى.

**حَازِمٌ ج حَزَمَةٌ و حُزَّمٌ و أَحْزَامٌ:** ئېھتىياتچان ، پۇختا ، ئىنچىكە ، ئۈزۈل - كېسىل.

**حَاسَبَ يُحَاسِبُ مُحَاسَبَةً :** ھېساپلاشتى ، ھېساب ئالدى.

**حَاسَبَهُ:** مۇكاپاتلىدى، جازالىدى.

**«وَإِنْ تُبْدُوا مَا فِي أَنْفُسِكُمْ أَوْ تُخْفُوهُ يُحَاسِبْكُمْ بِهِ اللّٰهُ» «قرآن» :** دىلىڭلاردىكى ( يامانلىقنى ) مەيلى ئاشكارا قىلىڭلار ، مەيلى يوشۇرۇڭلار ، ئۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ سىلەردىن ھېساب ئالىدۇ.

**حَاسِبٌ ج حَسَبَةٌ:** ھېساباتچى ، ھېساپلاش ماشىنىسى.

**آلَةٌ حَاسِبَةٌ:** ھېساپلاش ماشىنىسى.

**حَاسِدٌ ج حَاسِدُونَ وَحُسَّادٌ و حَسَدَةٌ وَحُسَّدَةٌ:** ھەسەتخور ، ئىچى يامان ، كۆرەلمەس.

**«وَمِنْ شَرِّ حَاسِدٍ إِذَا حَسَدَ» «قرآن» :** ھەسەتخورنىڭ ھەسەت قىلغان چاغدىكى شەررىدىن سۈبھىنىڭ پەرۋەردىگارى (ئاللاھ) قا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن دېگىن.

**حَاسِرٌ ج حَوَاسِرُ:** ئوچۇق.

**حَاسِرُ الرَّأْسِ:** يالاڭباش.

**اَلْحَاسِرُ مِنَ النِّسَاءِ:** بېشى ۋە ئىككى بىلىكى ئوچۇق ئايال ، قىيپالىڭاچ ئايال.

**اَلثَّوْبُ الْحَاسِرُ:** قىسقا يوپكا.

**حَاسِرُ الْبَصَرِ:** نەزەر دائىرىسى ، كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىز.

**حَاسَّةٌ ج حَوَاسُّ:** سېزىم ، ھېس.

**حَاسَّةُ اللَّمْسِ:** تېگىش سېزىمى.

**حَاسَّةُ الذَّوْقِ:** تېتىش سېزىمى.

**حَاسَّةُ الشَّمِّ:** پۇراش سېزىمى.

**حَاسَّةُ السَّمْعِ:** ئاڭلاش سېزىمى.

**حَاسَّةُ الْبَصَرِ:** كۆرۈش سېزىمى.

**اَلْحَوَاسُّ الْخَمْسُ:** بەش سەزگۈ ئەزا.

**حَاسِمٌ:** كەسكىن ، قەتئىي.

**نَصْرٌ حَاسِمٌ:** ئۈزۈل - كېسىل غەلىبە.

**رَأْيٌ حَاسِمٌ:** كەسكىن پىكىر.

**«تَمُرُّ الدُّوَلُ الْعَرَبِيَّةُ بِمَرْحَلَةٍ حَاسِمَةٍ» :** ئەرەب دۆلەتلىرى ئەڭ ئاخىرقى ئۆتكەلدىن ئۆتمەكتە.

**تَجْرِبَةٌ حَاسِمَةٌ:** مۇۋەپپەقىيەتلىك تەجرىبە.

**حَاسَنَ يُحَاسِنُ مُحَاسَنَةً:** ياخشى مۇئامىلە قىلدى ، چىرايلىق كۈتۈۋالدى.

**حَاشَ يَحُوشُ حَوْشًا الدَّوَابَّ:** چارۋىنى يىغىپ ھەيدىدى.

**حَاشَا:** باشقا ، سىرت ، ھېساپقا ئالمىغاندا.

**«تَأَخَّرَ النَّاسُ حَاشَا زَيْدًا» :** زەيدتىن باشقا ھەممە كىشى كېچىكتى.

**«حَاشَا أَنْ تَفْعَلَ» :** سېنىڭ قىلىشىڭ مۇمكىن ئەمەس.

**حَاشِدٌ:** تەييار تورغۇچى.

**حَاشِرٌ ج حَاشِرُونَ وَ حُشَّارٌ:** باجگىر ، باج يىغقۇچى.

**«وَأَرْسِلْ فِي الْمَدَائِنِ حَاشِرِينَ» «قرآن» :** شەھەرلەرگە يىغقۇچى كىشىلەرنى ئەۋەتكىن.

**حَاشَى يُحَاشِي مُحَاشَاةً:** چىقىرىۋەتتى ، چەتتە

قالدۇردى ، ئايرىۋەتتى ، ئىستىسنا قىلدى ؛ ئازراق نەرسە بەردى.

**حَاشِيَةٌ ج حَوَاشٍ:** قىرغاق ، يان ، يان تەرىپى ، چېكى ، چەت ، ياقا؛ كىتابنىڭ چۆرىسىگە يېزىلغان شەرھى.

**حَاشِيَةُ الثَّوْبِ:** كىيىمنىڭ ياقىسى.

**حَاشِيَةُ الْقُمَاشِ:** رەختنىڭ گىرۋىكى.

**حَاشِيَةُ الْمِنْدِيلِ:** گۈللۈك جىيەك.

**حَاشِيَةُ الْكِتَابِ:** كىتابنىڭ چۆرىسىگە بېرىلگەن شەرھى.

**حَاشِيَةٌ فِي خِطَابٍ:** قوشۇمچە سۆز ، ئىلاۋە.

**«قَدَّمَنِي إِلَيْهِ أَحَدُ أَفْرَادِ حَاشِيَتِهِ تَقْدِيمًا حَسَنًا» :** ئۇنىڭ بىر خىزمەتچىسى مېنى ئۇنىڭغا ئوبدان تونۇشتۇردى.

**رَقِيقُ الْحَوَاشِي :** مۇڭداشقاق ، پاراڭچى ، ئاق كۆڭۈل.

**كَلَامٌ رَقِيقُ الْحَوَاشِي:** مۇلايىم سۆز ، يۇمشاق گەپ.

**عَيْشٌ رَقِيقُ الْحَوَاشِي:** باياشات تۇرمۇش.

**رَجُلٌ رَقِيقُ الْحَوَاشِي :** خۇش سۆھبەت ئادەم.

**حَاصَ يَحُوصُ حَوْصًا الثَّوْبَ:** كىيىمنى تىكتى.

**حَاصَ حَوْلَهُ:** ئايلاندى ، چۆرگىلىدى ، ئورىدى.

**حَاصَ يَحِيصُ حَيْصًا وَ مَحِيصًا عَنْهُ :** نېرى تۇردى ، ئۆزىنى چەتكە ئالدى ، قېچىۋالدى.

**حَاصَ الْقَوْمُ:** قېچىشقا يۈزلەندى.

**حَاصِبٌ ج حَوَاصِبُ:** قارا بوران ، تولا ، مۆلدۈر؛ مۆلدۈر ياغدۇرىدىغان بۇلۇت.

**«إِنَّا أَرْسَلْنَا عَلَيْهِمْ حَاصِبًا إِلَّا آلَ لُوطٍ» «قرآن» :** بىز ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ ئۈستىگە تاش ياغدۇردۇق ، پەقەت لۇتنىڭ تەۋەلىرى بۇنىڭ سىرتىدىدۇر.

**حَاصِدٌ ج حُصَّادٌ وَ حَصَدَةٌ:** ئورمىچى ، ئورما ئورىغۇچى.

**حَاصَرَ يُحَاصِرُ مُحَاصَرَةً:** قورشىۋالدى ، مۇھاسىرىگە ئالدى ، ئورىۋالدى.

**حَاصَّ يُحَاصُّ مُحَاصَّةً:** ھەممىيلەن ئۆز ئۈلۈشىنى ئالدى.

**حَاصِلٌ ج حَوَاصِلُ:** نەتىجە ، ئۇنۇم ، ئاقىۋەت.

**حَاصِلُ الْجَمْعِ:** يىغىندى ( ماتېماتىكا )

**حَاصِلُ الضَّرْبِ:** كۆپەيتمە ( ماتېماتىكا )

**حَاصِلُ الْكَلَامِ:** ھاسىل كالام ، سۆزنىڭ قىسقىسى ، ئاساسىي نۇقتا ، مۇھىم نۇقتا، سۆزنىڭ ئورامى.

**حَاصِلُ الْمَالِ:** ھېساب قالدۇقى.

**حَاصِلُ الْمَوْضُوعِ:** خۇلاسىسى.

**«تَمَيَّزَتِ الْحَاصِلَاتُ الزِّرَاعِيَّةُ هَذَا الْعَامَ بِالْجَوْدَةِ وَ الْوَفْرَةِ» :** بۇ يىل دېھقانچىلىق مەھسۇلاتلىرى زىيادە مول بولۇش بىلەن گەۋدىلەندى.

**«إِذَا قَسَّمْنَا أَرْبَعَةً عَلَى اثْنَيْنِ يَكُونُ حَاصِلُ الْقِسْمَةِ اثْنَيْنِ» :** تۆتنى ئىككىگە بۆلسەك ئىككىدىن تېگىدۇ.

**حَاصِلُ الْفِضَّةِ و نَحْوِهِ:** كۈمۈش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش مەدەنلەرنىڭ ساپ بولغىنى.

**حَاصِنٌ م حَاصِنَةٌ ج حَوَاصِنُ وَ حَاصِنَاتٌ:** ئىپپەتلىك ئايال ، دىيانەتلىك ئايال.

**حَاضَ يَحُوضُ حَوْضًا:** كۆل چاپتى، كۆل كولىدى.

**حَاضَ الْمَاءَ:** سۇنى توپلىدى ، سۇنى يىغدى.

**حَاضَ يَحِيضُ حَيْضًا و مَحِيضًا السَّيْلُ:** كەلكۈن تاشتى.

**حَاضَتِ الْمَرْأَةُ:** ئايال ھەيز كۆردى ، ئادەت كۆردى.

**حَاضَرَ يُحَاضِرُ مُحَاضَرَةً:** لېكسىيە ئوقۇدى ، دوكلات بەردى؛ رىقابەتلەشتى ، مۇسابىقىلەشتى.

**حَاضَرَ الْجَوَابَ:** دەرھال جاۋاب بەردى.

**حَاضَرَهُ:** مۇسابىقىلەشتى ، بەسلەشتى.

**حَاضِرٌ ج حُضَّارٌ وَ حُضَّرٌ وَ حَضَرَةٌ وَ حُضُورٌ:** قاتناشقۇچى ، ھازىر بولغۇچى ، تەييار تۇرغۇچى ؛ يەرلەشكۈچى ؛ شەھەر ئاھالىسى.

**«وَوَجَدُوا مَا عَمِلُوا حَاضِرًا وَلَا يَظْلِمُ رَبُّكَ أَحَدًا» «قرآن» :** ئۇلار قىلغان ـ ئەتكەنلىرىنىڭ ھەممىسىنىڭ نامە ـ ئەمالىغا خاتىرىلەنگەنلىكىنى كۆرىدۇ، پەرۋەردىگارىڭ ھېچ ئادەمگە

زۇلۇم قىلمايدۇ.

**حَاضِرُ الْفِكْرِ:** پىكرى ئۆتكۈر ؛ ئەقىل ـ پاراسەتلىك.

**اَلْبَادِيَةُ وَ الْحَاضِرُ:** كۆچمەنلەر ۋە ئولتۇراقلاشقانلار؛ يېزىلىقلار ۋە شەھەرلىكلەر.

**حَاضِرُ الْبَدِيهَةِ:** پىكرى تېز ، هازىر جاۋاب.

**اَلتِّجَارَةُ الْحَاضِرَةُ:** نەق سودا.

**اَلْحَاضِرُ:** هازىرقى زامان.

**فِي الْحَاضِرِ:** هازىر ، هازىرقى.

**حَاضِرَةٌ ج حَوَاضِرُ:** پايتەخت ، ئۆلكە مەركىزى.

**حَاضِرَةُ الْمُقَاطَعَةِ:** ئۆلكە مەركىزى.

**حَاضِنٌ ج حُضَّانٌ:** تەربىيىچى ، بالا تەربىيەچىسى.

**حَاضِنَةٌ ج حَوَاضِنُ:** سۈت ئانىسى ، ئىنىك ئانا ، بالا باققۇچى ، بالا تەربىيىچىسى.

**حَاضِنَةٌ كَهْرَبَائِيَّةٌ:** چۈجە چىقىرىش ئۈسكۈنىسى.

**حَاطَ يَحُوطُ حَوْطًا وَ حِيْطَةً وَ حِيَاطَةً الشَّيْءَ:** نەرسىنى باشقۇردى ، نەرسىگە ھېمىي بولدى ، نەرسىگە قارىدى ( ساقلىدى ) ، هالىدىن خەۋەر ئالدى.

**حَاطِبٌ:** ئوتۇنچى ، ئوتۇن سانقۇچى.

**كَحَاطِبِ لَيْلٍ:** قارا قويۇق ، ئايىماي ، ئىلغىماي ، تۇجۇپىلىمەي.

**حَاقَ يَحُوقُ حَوْقًا الشَّيْءَ:** خورلىدى ، كەمسىتتى ؛ زۇلۇم قىلدى ؛ گىرۋەككە يېقىنلاشتۇردى ، يوزلەندۇردى.

**حَاقَ يَحِيقُ حَيْقًا عَلَيْهِ:** زۇلۇم قىلدى ، بوزەك قىلدى.

**حَاقَ الْأَبُ:** ئاتا بەزى بالىلىرىنى بەزىسىدىن ئەتىۋارلىدى.

**«أَمْ يَخَافُونَ اَنْ يَحِيْقَ اللّٰهُ عَلَيْهِمْ وَرَسُولُهُ»** ‹قۇرئان› : يا ئاللاھنىڭ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرىنىڭ ئۇلارغا ئادىل بولماسلىقىدىن قورقامادۇ ؟ .

**حَافَةٌ ج حَافَاتٌ:** چۆرىسى ، گىرۋىكى ، قىرغىقى ، ئەتراپى ، جىيىكى ؛ چەمبەر ، هالقا.

**«إِنَّ هٰذِهِ السِّيَاسَةَ تَجُرُّ الْبَشَرِيَّةَ إِلَى حَافَةِ الْهَاوِيَةِ»** : بۇ سىياسەت ئىنسانىيەتنى هالاكەتكە ئېلىپ بارىدۇ.

**حَافَةُ الْوِعَاءِ:** قاچىنىڭ ياقىسى.

**حَافَةٌ:** قىر.

**«اِشْتَرَيْتُ قُبَّعَةَ قَشٍّ ذَاتِ حَافَةٍ عَرِيضَةٍ»** : كەڭ قىرلىق چىغ قالپاق سېتىۋالدىم.

**حَافَةُ الشَّيْءِ الْمُسْتَدِيرِ:** يۇمىلاق نەرسىنىڭ ئەتراپى.

**حَافَةُ الْهَاوِيَةِ:** ئۇرۇش گىرۋىكى.

**يَجُرُّهُ إِلَى حَافَةِ الْهَاوِيَةِ:** هالاكەتكە ئېلىپ بارىدىغان.

**عَلَى حَافَةِ الْقَبْرِ:** قەبرىنىڭ لېۋىدە.

**حَافِدٌ ج حَفَدٌ وَ حَفَدَةٌ:** خىزمەتچى، خادىم، ياردەم قىلغۇچى؛ چاكار، مالاي، ئەگەشكۈچى.

**«وَجَعَلَ لَكُمْ مِنْ أَزْوَاجِكُمْ بَنِيْنَ وَحَفَدَةً»** ‹قۇرئان› : سىلەر ئۈچۈن ئۇلاردىن ئوغۇللارنى ۋە نەۋرىلەرنى ياراتتى.

**حَافِرُ الدَّابَّةِ ج حَوَافِرُ:** هايۋاننىڭ تۇيىقى.

**«وَقَعَ الْحَافِرُ عَلَى الْحَافِرِ»** : گۈل ـ گۈلىگە كەلدى ، بىر يەردىن چىقتى.

**حَافِرَةٌ** : باشلىنىش ، ئەسلىدىكى هالەت.

**عِنْدَ الْحَافِرَةِ** : دەسلەپكى بارتىلىش ، دەسلەپكى هالەت ، ئاۋۋالقى هالەت.

**رَجَعَ إِلَى حَافِرَتِهِ:** كەلگەن يولىغا قايتتى.

**«أَئِنَّا لَمَرْدُودُونَ فِي الْحَافِرَةِ»** ‹قۇرئان› : راستىنلا بىز ئاۋۋالقى هالىمىزغا قايتۇرۇلامدۇق؟

**حَافَزَ يُحَافِزُ مُحَافَزَةً:** ئۇدۇلدا ئولتۇردى.

**حَافِزٌ ج حَوَافِزُ:** مۇددىئا ، غەرەز ؛ تۈرتكە.

**«تُعْتَبَرُ الْمُكَافَأَةُ الْمَادِّيَّةُ حَافِزًا مُهِمًّا لِزِيَادَةِ الْإِنْتَاجِ فِي الْمَصَانِعِ»** : سانائەت ئىشلەپچىقىرىش مىقدارىنى ئاشۇرۇشتا ماددى مۇكاپاتنىڭ مۇھىم تۈرتكۈچى ئىكەنلىكى ئېتىراپ قىلىندى.

**حَافَظَ يُحَافِظُ مُحَافَظَةً:** قوغدىدى ، ساقلىدى.

**حَافَظَ عَلَى صِحَّتِهِ:** سالامەتلىكىنى ساقلىدى.

**«حَافِظُوا عَلَى الصَّلَوَاتِ وَالصَّلاَةِ الْوُسْطَى» «قرآن»:** نامازلارنى بولۇپمۇ ناماز دىگەرنى داۋاملاشتۇرۇڭلار!

**حَافِظٌ ج حُفَّاظٌ و حَفَظَةٌ:** قوغدىغۇچى، ساقلىغۇچى، مۇھاپىزەت قىلغۇچى، ھىمايە قىلغۇچى؛ قارىي؛ ھەدىسنى كۆپ يادلىغۇچى.

**«إِنْ كُلُّ نَفْسٍ لَمَّا عَلَيْهَا حَافِظٌ» «قرآن»:** ھەربىر ئادەم بىلەن (شۇ ئادەمنى) ساقلىغۇچى (پەرىشتە) بار.

**حَافِظُ الْعَيْنِ:** ئۇيقۇ باسمايدىغان.

**اَلْحَافِظُ:** ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، «ئاسرىغۇچى، مۇھاپىزەت قىلغۇچى، ساقلىغۇچى» دېگەن مەنىدە.

**حَافِظَةٌ ج حَوَافِظُ:** خاتىرە، ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتى؛ سومكا، ھەميان، پۇل قاپچۇقى.

**حَافِظَةُ الْكُتُبِ:** كىتاب بوخچىسى، سومكا.

**حَافِظَةُ النُّقُودِ:** پۇل قاپچۇقى، پورتمال، ھەميان.

**تَسَلَّمْتُ حَافِظَةَ نُقُودِي:** مەن پۇل قاپچۇقۇمنى تاپشۇرۇپ ئالدىم.

**اَلْحَافِظُونَ:** پەرىشتىلەر.

**حَافٌّ:** كۆز ئاغرىقى، قورشىۋالغۇچى.

**«وَتَرَى الْمَلاَئِكَةَ حَافِّينَ مِنْ حَوْلِ الْعَرْشِ» «قرآن»:** سەن پەرىشتىلەرنىڭ ئەرشنىڭ ئەتراپىنى ئوراپ تۇرغانلىقىنى كۆرىسەن.

**خُبْزٌ حَافٌّ:** قۇرۇق نان.

**سَوِيقٌ حَافٌّ:** قۇرۇق تالقان.

**حَافِلٌ ج حَوَافِلُ:** نۇرغۇن، كۆپ، مول، تولۇق، كەڭ.

**جَمْعٌ حَافِلٌ:** ئادەملەر توپى، كەڭ ئاممىا.

**«لِهَذِهِ الأُمَّةِ تَارِيخُهَا الْحَافِلُ بِجَلاَئِلِ الأَعْمَالِ»:** بۇ مىللەت زور ئىشلار بىلەن تولغان تارىخقا ئىگە.

**حَافِلَةٌ ج حَوَافِلُ:** ۋاگون؛ ئاپتوبۇس.

**حَافِلَةٌ كَهْرَبِيَّةٌ أَوْ كَهْرَبَائِيَّةٌ:** تراموۋاي، تراللېبۇس.

**حَافٍ م حَافِيَةٌ ج حُفَاةٌ:** يالاڭ ئاياغ.

**حَاقَ يَحِيقُ حَيْقًا:** تەسىر قىلدى، رول ئوينىدى.

**«وَلاَ يَحِيقُ الْمَكْرُ السَّيِّئُ إِلاَّ بِأَهْلِهِ» «قرآن»:** ھىيلە ـ مىكىرنىڭ ۋابالى پەقەت ھىيلە ـ مىكىر ئىشلەتكەن ئادەمنىڭ ئۆزىگە بولىدۇ.

**«ظَلَّ مُتَفَائِلاً عَلَى الرَّغْمِ مِمَّا حَاقَ بِهِ مِنْ خَسَائِرَ»:** ئۇنىڭغا زىيان كۆپ بولغان بولسىمۇ، ئۇ يەنىلا ئۈمىدۋار بولدى.

**حَاقَ يَحُوقُ حَوْقًا بِهِ:** قورشىۋالدى.

**حَاقَ الْبَيْتَ:** ئۆينى سۈپۈردى.

**حَاقِدٌ ج حَوَاقِدُ:** ئاداۋەت ساقلىغۇچى.

**حَاقٌّ ج حَوَاقٌّ:** نەرسىنىڭ ئوتتۇرىسى؛ باتۇر، قەھرىمان.

**هُوَ رَجُلٌ حَاقُّ الرَّجُلِ:** ئۇ باتۇر ئادەمدۇر.

**حَاقَّةٌ:** بالايىئاپەت ئاپەت؛ قىيامەت كۈنى.

**«اَلْحَاقَّةُ مَا الْحَاقَّةُ وَمَا أَدْرَاكَ مَا الْحَاقَّةُ» «قرآن»:** قىيامەت، قىيامەت نېمىدۇر؟ قىيامەتنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى قانداق بىلەلەيسەن؟

**حَاقِلٌ:** يەر ھەيدىگۈچى.

**حَاكَ يَحُوكُ حَوْكًا الثَّوْبَ:** كىيىم توقۇدى، رەخت توقۇدى.

**حَاكَ الْقُبَّعَةَ الْقَشِّيَّةَ:** چىغ قالپاق توقۇدى.

**«كَانَتِ الدَّسَائِسُ تُحَاكُ حَوْلَهُ»:** ئۇنىڭ ئەتراپىدا سۇيىقەستلەر پىلانلىناقتا ئىدى.

**حَاكَ الْمُؤَامَرَةَ عَلَى:** سۇيىقەست قىلدى، قەست قىلدى.

**حَاكَّةٌ ج حَوَاكُّ:** چىش.

**حَاكَمَ يُحَاكِمُ مُحَاكَمَةً:** شىكايەت قىلدى، جېدەللەشتى، داۋا قىلدى، ئەرز قىلدى.

**حَاكَمَ أَمَامَ مَجْلِسٍ عَسْكَرِيٍّ:** ھەربىي سوتقا ئەرز قىلدى، ھەربىي سوت ئالدىدا ئۇنىڭ بىلەن داۋالاشتى.

**حَاكِمٌ ج حُكَّامٌ:** ھۆكۈمران، ھاكىم، سوراقچى، سودىيە، سوتچى.

**«وَلاَ تَأْكُلُوا أَمْوَالَكُمْ بَيْنَكُمْ بِالْبَاطِلِ وَتُدْلُوا بِهَا إِلَى الْحُكَّامِ» «قرآن»:** بىر ـ بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى ناھەق يەۋالماڭلار، بىلىپ

تۆرۈپ كىشىلەرنىڭ بىر قىسىم ماللىرىنى زۇلۇم بىلەن يەۋېلىش ئۈچۈن ھاكىملارغا پارا بەرمەڭلار.

**حَاكِمٌ عَسْكَرِيٌّ:** ھەربىي قوماندان.

**اَلْحِزْبُ الْحَاكِمُ:** ھۆكۈمران پارتىيە.

**حَاكِمٌ عَامٌّ:** باش ۋالىي ، يۇقىرى دەرىجىلىك ۋالىي.

**حَاكِمٌ وَ مَحْكُومٌ:** ئەمەلدار ۋە پۇقرا.

**اَلْحَاكِمُ الْأَعْلَى:** ئالىي قوماندان.

**أُسْرَةٌ حَاكِمَةٌ:** ھۆكۈمران سۇلالە ، خانىدانلىق.

**«جَاءَ بَعْدَ عَصْرِالْخُلَفَاءِ الرَّاشِدِيْنَ حُكْمُ بَنِي أُمَيَّةَ الَّذِينَ كَانُوا أَوَّلَ أُسْرَةٍ حَاكِمَةٍ فِي الْإِسْلَامِ»** : تۆت خەلىپە زامانىدىن كېيىن ، ئىسلام تارىخىدىكى خەلىپىلىكنى تۇنجى بولۇپ ، مىراس تۈزۈمىگە ئايلاندۇرغان ئۇمەييە ھۆكۈمرانلىقى تىكلەندى.

**حَاكَى يُحَاكِي مُحَاكَاةً:** تەقلىد قىلدى، دورىدى، ئوخشاتتى.

**حَاكَى الْغَرْبَ:** غەربكە تەقلىد قىلدى.

**حَاكٍ ج حُكَاةٌ:** مەدداھ ؛ فاتنفون.

**حَالَ يَحُولُ حَوْلًا:** ئۆزگەردى ؛ ئۆتۈپ كەتتى.

**حَالَ يَحُولُ حَيْلُولَةً بَيْنَهُمَا:** ئىككىسىنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋەتتى ؛ توستى.

**«يَقِفُ الْحَاجِبُ عِنْدَ الْبَابِ لِيَحُولَ دُونَ دُخُولِ الْمُرَاجِعِيْنَ عَلَى الْمُدِيْرِ إِلَّا بِأَمْرٍ مِنْهُ»** : ئىشىكباقار ئىشىكتە مۇدىرنى ئىزدەپ كەلگۈچىلەرنى ئۇنىڭ رۇخسىتىسىز كىرگۈزمەسلىكى ئۈچۈن ئىشىك يېنىدا تۇرىدۇ.

**«وَحَالَ بَيْنَهُمَا الْمَوْجُ فَكَانَ مِنَ الْمُغْرَقِيْنَ»** : ئۇلارنىڭ ئارىسىنى دولقۇن ئايرىۋەتتى ـ دە ، ئۇ غەرق بولۇپ كەتتى.

**حَالَ دُونَ بَيْنِهِمَا:** توسقۇنلۇق قىلدى ، توسالغۇ بولدى.

**«وَاعْلَمُوا أَنَّ اللّٰهَ يَحُولُ بَيْنَ الْمَرْءِ وَقَلْبِهِ وَأَنَّهُ إِلَيْهِ تُحْشَرُونَ»** «قۇرئان» : بىلىڭلاركى، ئاللاھ كىشى بىلەن ئۇنىڭ قەلبى ئارىسىدا توسالغۇ بولالايدۇ.

**حَالَ بَيْنَ:** ئۆزگەردى.

**حَالَ إِلَى:** ئۆزگەردى.

**حَالٌ ج أَحْوَالٌ:** ئەھۋال ، ھال ، ھالەت ؛ سۈپەت ؛ كەيپىيات ، شارائىت.

**عَلَى كُلِّ حَالٍ:** قانداقلا بولمىسۇن ، ئومۇمەن ، قىسقىسى.

**«عَلَى كُلِّ حَالٍ سَأَشْتَرِي ذٰلِكَ الْقَامُوسَ الْقَيِّمَ»** : قانداقلا بولمىسۇن مەن ئۇ قىممەتلىك قامۇسنى سېتىۋالىمەن.

**كَيْفَ حَالُكَ:** ئەھۋالىڭىز قانداق ، ياخشىمۇسىز ؟

**لِسَانُ الْحَالِ لِلْحِزْبِ:** پارتىيە ئورگان گېزىتى.

**بِحَالِهِ الرَّاهِنَةِ:** ئۇنىڭ ھازىرقى ئەھۋالىغا ئاساسەن.

**حَالًا:** ھازىر ، دەرھال.

**«مَادُمْتَ قَلِقًا فَلْتَنْطَلِقْ حَالًا»** : ئەنسىرەۋېدىكەنسەن، ھازىرلا ماڭايلى.

**حَالَمَا:** ھازىر ، دەرھال ؛ . . . غان چاغدا.

**«سَتُحَلُّ هٰذِهِ الْفِرْقَةُ الْمُؤَقَّتَةُ حَالَمَا تَنْتَهِي مِنْ مُهِمَّتِهَا»** : بۇ ۋاقىتلىق گۇرۇپپا ۋەزىپىسىنى تۈگەتكەن ھامان تارقىتىلىدۇ.

**اَلْأَحْوَالُ الطَّارِئَةُ:** جىددىي ئەھۋال، جىددىي ھالەت، كۈتۈلمىگەن ئەھۋال.

**حَالِبٌ ج حَلَبَةٌ:** سۈت ساتقۇچى.

**حَالِبٌ ج حَوَالِبُ:** دوۋسۇن بىلەن بۆرەكنىڭ ئارىسىدىكى سۈيدۈك يولى.

**اَلْحَالَةُ:** ھالەت ، كەيپىيات ؛ غالتەك ( كىچىك بالا ماڭدۇرىدىغان)

**حَالَةُ الْحَرْبِ:** ئۇرۇش ھالىتى ، ئۇرۇش ۋاقتى ، ئۇرۇش ئەھۋالى.

**أَقْوَامٌ عَلَى الْحَالَةِ الْأُوْلَى:** ئارقىدا قالغان مىللەتلەر ، ئېچىلمىغان مىللەتلەر ، تەرەققىي قىلمىغان مىللەتلەر.

**فِي حَالَةِ مَرَضِهِ:** كېسەل چاغدا.

**وَالْحَالَةُ هٰذِهِ:** ئەھۋال ، شۇنداق.

**فِي حَالَةِ كَذَا:** ئەھۋال شۇنداق ، ئەھۋال ئاستىدا.

**حَالَفَ يُحَالِفُ مُحَالَفَةً:** ئىتتىپاق تۈزدى ، دوستلۇق ئورناتتى ، ئىتتىپاقلاشتى.

**«حَالَفَ النَّبِيُّ بَيْنَ الْمُهَاجِرِينَ وَالْأَنْصَارِ»:** پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇھاجىرلار بىلەن ئەنسارلار ئوتتۇرىسىدا دوستلۇق ئورناتتى.

**حَالِقٌ ج خُلَّقٌ وَ حَوَالِقُ:** يۈكسەك ، ئالىي ، ئېگىز ، يۇقىرى.

**حَالِقُ الشَّعْرِ:** ساتىراچ.

**هَوَى مِنْ حَالِقٍ:** ھالاك بولدى، غۇلاپ چۈشتى.

**أَلْقَى شَيْئًا مِنْ حَالِقٍ:** ئېگىزدىن تاشلىۋەتتى.

**حَالِكٌ ج حَوَالِكُ:** قاپقاراڭغۇ.

**حَالِكُ السَّوَادِ:** قاپقاراڭغۇ ، قاپقارا.

**حَالِكُ الظَّلَامِ:** زۇلمەت ، قاراڭغۇ.

**فِعْلٌ حَالِكٌ:** ياۋۇز ھەرىكەت.

**عُمْرٌ حَالِكٌ:** بەختسىز ھايات ، پاجىئەلىك تۇرمۇش.

**«أَمَّا الْإِسْتِعْمَارُ فَأَيَّامُهُ وَ لَيَالِيهِ كُلُّهَا سُودٌ حَوَالِكُ» :** مۇستەملىكىلەرنىڭ كۈندۈز ۋە كېچىلىرىنىڭ ھەممىسى زۇلمەتلىك قاراڭغۇدۇر.

**حَالُومٌ:** ئىرىمچىك.

**حَالِيٌّ:** ھازىرقى ، نۆۋەتتىكى.

**اَلشَّهْرُ الْحَالِيُّ:** بۇ ئاي ، مۇشۇ ئاي.

**«يَبْلُغُ طُلَّابُ قِسْمِ اللُّغَةِ الْعَرَبِيَّةِ حَالِيًّا أَكْثَرَ مِنْ أَلْفِي طَالِبٍ وَ طَالِبَةٍ» :** ھازىر ئەرەب تىلى فاكۇلتېتىنىڭ ئوقۇغۇچىلىرى ئوغۇل - قىز بولۇپ ئىككى مىڭدىن كۆپرەككە يېتىدۇ.

**حَالِيَّاتٌ:** نۆۋەتتىكى مەسىلىلەر.

**حَامَ يَحُومُ حَوْمًا عَلَى الشَّيْءِ:** ئايلاندى ، چۆرگىلىدى.

**حَامَ الطَّائِرُ:** قۇش ئەگىدى ؛ قۇش ئۇچتى.

**حَامَتِ الشُّبْهَةُ ضِدَّهُ أَوْ حَوْلَهُ:** گۇمان ئۇنىڭغا مەركەزلەشتى.

**«أُلْقِيَ الْقَبْضُ عَلَى عَدَدٍ مِنَ الْمُوَظَّفِينَ الَّذِينَ كَانَتْ تَحُومُ حَوْلَهُمُ الشُّبُهَاتُ» :** بىرقانچە گۇمانلىق خىزمەتچى قولغا ئېلىندى.

**حَامِدٌ:** ھەمدۇ ئېيتقۇچى ، تەشەككۈر بىلدۈرگۈچى ، ماختىغۇچى.

**حَامِزٌ:** تىلنى قورۇغۇچى ، چۈچۈمەل ، قىرتاق ، ئاچچىق.

**حَامِضٌ ج حَوَامِضُ:** كىسلاتالىق ؛ ئاچچىق، تىلنى قورۇيدىغان ، چۈچۈمەل.

**حَامِلٌ ج حَمَلَةٌ:** يۈك كۆتۈرگۈچى ، ھامبال.

**حَامِلُ الْبَرِيدِ:** پوچتىكەش.

**حَامِلُ الشَّهَادَةِ:** دىپلومغا ئېرىشكۈچى.

**حَامِلُ لَقَبٍ:** تەنھەرىكەت قاتارلىقلاردا مەلۇم نامغا ئېرىشكۈچى.

**حَامِلُ الْعَلَمِ:** بايراقدار.

**حَامِلُ الثِّقَالَةِ:** نوسۇلكا كۆتۈرگۈچى.

**حَامِلُ الطَّائِرَاتِ:** ئاۋىئاماتكا.

**حَمَلَةُ الْأَقْلَامِ:** يازغۇچىلار ، ئەدىبلەر.

**حَمَلَةُ الْقُرْآنِ:** قارىيلار ، قۇرئان ۋە تەجۋىد ئىلمىنىڭ ئالىملىرى.

**حَامِلَةٌ ج حَوَامِلُ:** ئېغىر ئاياغ ئايال ، ھامىلدار ئايال ، ئىككى قات ئايال.

**حَامِلَةُ الزَّهْرِيَّةِ:** گۈلدان قويۇلىدىغان مەخسۇس ئۈستەل.

**حَامَى يُحَامِي مُحَامَاةً عَنْهُ:** قوغدىدى ، مۇداپىئە قىلدى ، ھىمايە قىلدى.

**حَامٍ ج حُمَاةٌ:** قوغدىغۇچى ، ساقلىغۇچى ، ھىمايە قىلغۇچى ؛ قىزىق ؛ ئىسسىق ؛ ئۆتكۈر ، ئاچچىق.

**حَامِ الطَّبْعِ:** ۋىجدانلىق ، جىگەرلىك ؛ سەمىمىي ، قىزغىن.

**حَامِ الْوَطِيسِ :** قاتتىق ئۇرۇش ، كەسكىن جەڭ.

**بِالْحَامِ وَالْبَارِدِ:** بىر دەم ئىسسىق ، بىر دەم سوغۇق.

**حَامِ الْمَرْمَى:** ۋاراتار.

**اَلْحَامِي:** شىر ؛ ئىت ؛ پەرھىز تۇتقۇچى.

**حَامِيَةٌ ج حَامِيَاتٌ:** ئايال مۇھاپىزەتچى ؛ قوغدىنىش ئەترىتى ، ساقچى قىسمى.

ضَرِيبَةٌ حَامِيَةٌ: قوغدىنىش بېجى.

حَانَ يَحِينُ حَيْنًا الْوَقْتُ: ۋاقىت يېقىنلاشتى.

حَانَ حَيْنُهُ: ئۆلۈمى يېقىنلاشتى ، ھالاكىتى يېقىنلاشتى.

«لَقَدْحَانَ مَوعِدُ إِعَادَةِ الْكُتُبِ إِلَى الْمَكْتَبَةِ» : كىتابخانىدىن ئارىيەت ئالغان كىتابلارنىڭ ۋاقتى توشتى.

حَانَتِ الصَّلَاةُ: ناماز يېقىنلاشتى.

حَانَتِ الْفُرْصَةُ: پۇرسەت كەلدى.

حَانَتْ مِنْهُ اِلْتِفَاتَةٌ: ئۇنىڭغا ئەھمىيەتسىز قارىدى.

حَانَ أَجَلُهُ: ئۇنىڭ ئەجىلى يېقىنلاشتى.

حَانٌ وَ حَانَةٌ ج حَانَاتٌ: قاۋاقخانا ، مەيخانا.

حانِقٌ ج حَانِقُونَ: ئۆچ كۆرگۈچى، ئاداۋەت ساقلىغۇچى.

حَانِقٌ عَلَى الْحَيَاةِ: ھاياتتىن بىزار بولغۇچى.

حَانُوتٌ ج حَوَانِيتُ: دۇكان ، بوتكا ؛ قاۋاقخانا.

حَانُوتِيٌّ ج حَانُوتِيَّةٌ: دۇكاندار ، دۇكان ئىگىسى ، دۇكان خوجايىنى ؛ ئۆلۈك يۇيغۇچى.

حَانٍ: مۈكچەيگەن ، ئېگىلگەن ، قىيسايغان.

حَانِي الرَّأْسِ: بېشى ساڭگىلىغان.

حَاوَرَ يُحَاوِرُ مُحَاوَرَةً: مۇنازىرىلەشتى ، تاكاللاشتى ، تالاش - تارتىش قىلدى ؛ جاۋاب بەردى.

«قَالَ لَهُصَاحِبُهُ وَهُوَ يُحَاوِرُهُ» «قرآن» : ئۇنىڭغا (مۆمىن) بۇرادىرى مۇنازىرىلەشكەن ھالدا ئېيتتى.

حَاوَصَ يُحَاوِصُ مُحَاوَصَةً: يوشۇرۇنچە قارىدى ، كۆزنىڭ قۇيرۇقىدا قارىدى.

حَاوَلَ يُحَاوِلُ مُحَاوَلَةً: ئۇرۇندى.

حَاوَلَ الْأَمْرَ: ھىيلە ئىشلەتتى، چارە قوللاندى.

حَاوُوزٌ: سۇ ئامبىرى.

حَاوٍ: ئۆز ئىچىگە ئالغۇچى ، ئۆز ئىچىگە ئالغان.

حَاوِيَةٌ ج حَوَايَا: ئۈچەيگە چاپلىشقىلىق نەرسىلەر.

«أَوِ الْحَوَايَا أَوْمَا اخْتَلَطَ بِعَظْمٍ» «قرآن» : ئۇلارغا ياكى ئۈچەيلىرىدىكى ياكى سۆڭەككە چاپلىشقىلىق ياغلىرىدىن باشقا ياغلىرىنى ھارام قىلدۇق.

حَايَدَ يُحَايِدُ مُحَايَدَةً: نېرى تۇردى ، قاچتى.

حَائِدٌ: بىتەرەپ ، بىتەرەپ تۇرغۇچى.

حَائِرٌ ج حِيرَانٌ وَ حُورَانٌ: ئىككىلىنىپ قالغۇچى ، قىيىنچىلىقتا قالغۇچى ، قىيىن ئەھۋالدا قالغۇچى.

«رَأَيْتُهُ حَائِرًا لَا يَدْرِي مَاذَا يَفْعَلُ» : مەن ئۇنى ئىككىلىنىپ نېمە قىلىشىنى بىلمەي، ۋاقتان ھالدا كۆردۈم.

حَائِزٌ: ئىگىلىگۈچى.

حَائِزٌ عَلَى الْجَائِزَةِ : مۇكاپات ئالغۇچى ، مۇكاپاتقا ئېرىشكۈچى.

حَائِضٌ وَ حَائِضَةٌ ج حُيَّضٌ وَ حَوَائِضُ: ھەيزدار ، ھەيز كۆرگۈچى ، ئادەت كۆرگۈچى.

حَائِطٌ ج حِيطَانٌ وَ حِيَاطٌ: تام.

مِصْبَاحُ حَائِطٍ: تام چىرىغى.

لِلْحِيطَانِ آذَانٌ: تامنىڭ قۇلىقى بار.

صُحُنٌ حَائِطِيَّةٌ: تام گېزىتى.

حَائِقٌ: ئادالەتسىز ، ئادىل ئەمەس.

حَائِقُ الْجَبَلِ: تاغ ئېتىكى.

حَائِكٌ ج حَاكَةٌ وَ حَوَكَةٌ: توقۇمىچى ، توقۇمىچىلىق ئىشچىسى.

حَائِلٌ ج حَوَائِلُ: توسالغۇ ، توساق ؛ ئۆزگەرگۈچى.

حَائِلُ اللَّوْنِ: تۇراقسىز، پرىنسىپسىز.

حَبَا يَحْبُو حَبْوًا الْوَلَدُ: ئۆمىلىدى ، ئېمەكلىدى.

«حَبَاكَ اللّٰهُ الصِّحَّةَ/بِالصِّحَّةِ» : ئاللاھ ساڭا ساغلاملىق ئاتا قىلسۇن.

حَبَاهُ: ھەدىيە قىلدى ، بەردى ، سوۋغا قىلدى.

حِبَاءُ الْمَرْأَةِ: ئايالنىڭ مەھرى (تويلۇق)

حَبَابٌ: كۆپۈك ، ماغزاپ ؛ شەبنەم.

«طَفَا الْحَبَابُ عَلَى الشَّرَابِ» : شارابنىڭ كۆپۈكى ئۆرلىدى.

حَرَدَ يَحْرِدُ حُرُودًا عَنْ قَوْمِهِ : يالغۇز بولۇۋالدى ، يېگانە بولۇۋالدى ، ئارىلاشمىدى.

حَرَدَ يَحرِدُ حَرْدًا: ئۇرۇندى ، مەقسەت قىلدى؛ تۆشۈك تەشتى ؛ توسىدى ، مەنئى قىلدى.

حَرِدَ يَحْرَدُ حَرَدًا عَلَيْهِ : ئەلدىن ئايرىلىپ يالغۇز ياشىدى ؛ غەزەپ قىلدى ، ئاچچىقلاندى.

حَرِدٌ. حَرْدَانٌ: ئاچچىقلانغۇچى، غەزەپناك بولغۇچى.

حِرْذَوْنٌ ج حَرَاذِينُ : كەسلەنچۈك.

حَرَّ يَحِرُّ حَرًّا: قىزىدى ، ئىسسىدى.

حَرَّ الْمَاءَ : سۇنى قايناتتى ، قىزىتتى.

حَرَّ يَحَرُّ حَرَارًا الْعَبْدُ : قۇل ئازاد بولدى.

حَرٌّ ج حُرُورٌ وَ أَحَارِرُ: ئىسسىقلىق ، ھارارەت ، تېمپېراتۇرا.

حُرٌّ ج أَحْرَارٌ: ئەركىن ، ئازاد ، مۇستەقىل ، ھۆر.

حُرُّ الْعَقِيدَةِ: ئېتىقاد ئەركىنلىكى.

حُرُّ الدَّارِ : ئۆينىڭ ئوتتۇرىسى.

حُرُّ الْوَجْهِ : ياڭاق سۆڭىكى.

اَلْحُرُّ فِي الْبَقْلِ: خام يېيىلىدىغان كۆكتات.

اَلْحُرُّ فِي الْقَوْلِ أَوِ الْفِعْلِ : چىرايلىق سۆز ، چىرايلىق ئىش.

«اَلْعَبْدُ يُقْرَعُ بِالْعَصَا.وَالْحُرُّتَكْفِيْهِ الْإِشَارَةُ» : ئاقىلغا ئىشارەت ، نادانغا چوۋالدۇرۇز.

ذَهَبٌ حُرٌّ : ساپ ئالتۇن.

طِيْنٌ حُرٌّ : سېغىزلاي ، قۇمسىز لاي.

فَرَسٌ حُرٌّ : ساپ نەسىللىك ئات.

حِزْبُ الْأَحْرَارِ : لىبېراللار پارتىيىسى.

حَرَّانٌ ج حِرَارٌ و حَرَارَى: تەشنا، سۇسسىراپ كەتكۈچى.

حَرَّابٌ: قورال ياسىغۇچى ، نەيزە سوققۇچى ؛ مەرگەن.

حُرَّاسٌ : مۇھاپىزەتچىلەر ، قوغدىغۇچىلار.

حَرَّاقٌ: ئاچچىق ، ئۆتكۈر ؛ ئوت قويغۇچى ، ئوت ياققۇچى.

حُرَّاقٌ : ئىشقار سۇيى ، شورلۇق سۇ ، شولتا سۇيى.

حَرَّاقَةٌ ج حَرَّاقَاتٌ : ھەربىي پاراخوت ، ھەربىي كېمە.

قُنْبُلَةٌ حَرَّاقَةٌ : كۆيدۈرگۈچى بومبا.

حُرَّاقَةٌ : ئۆتكۈر ، كەسكىن ، ئىتتىك.

حَرَّانٌ ج حِرَارٌ. حَرَّاءُ : قاتتىق تەشنا بولغان ، چاڭقاپ كەتكەن.

حُرَّةٌ ج حَرَائِرُ : ئەركىن ئايال ، ھۆر ئايال.

مِنْطَقَةٌ حُرَّةٌ : ئېچىۋېتىلگەن ئەركىن رايون.

سَحَابَةٌ حُرَّةٌ : يامغۇر بۇلۇتى.

حَرَّةٌ ج حَرَّاتٌ وَ حِرَارٌ : قارا تاشلىق ساي.

حَرَّجَ يُحَرِّجُ تَحْرِيجًا عَلَيْهِ : قىستى ، قىستىدى ، تارلاشتۇردى ؛ چەكلىدى ، مەنئىي قىلدى.

حَرَّجَ فِي الْأَمْرِ : چىڭ تۇرۇۋالدى.

حَرَّجَ عَلَيْهِ الْأَمْرَ : مەنئى قىلدى.

حَرَّجَهُ : مەجبۇرلىدى ، زورلىدى ؛ تەڭلىكتە قويدى.

حَرَّجَ مَرْكَزَهُ : شارائىتىنى قىيىنلاشتۇردى.

«قَدْ حَرَّجَتِ الْأُمُّ عَلَى أَبْنَائِهَا الْإِتِّصَالَ بِشَبَابِ الْأَغْنِيَاءِ» : ئانا بالىلىرىنى بايلارنىڭ بالىلىرىغا ئارىلىشىشتىن چەكلىدى.

حَرَّدَ يُحَرِّدُ تَحْرِيدًا : ئەگدى، ئەگرى قىلدى.

حَرَّرَ يُحَرِّرُ تَحْرِيرًا: ئازاد قىلدى.

حَرَّرَ الْعَقْلَ : ئەقلىنى ئاچتى، نۇرلاندۇردى.

حَرَّرَ الْكِتَابَ : كىتابنى تەھرىرلىدى، كۆزەتتى، توغرىلىدى؛ يازدى.

حَرَّرَ الْوَزْنَ : تەڭپۇڭلاشتۇردى.

حَرَّرَ الْوَلَدَ : بالىنى ۋەخپە قىلىۋەتتى ( بالىنى ئاللاھنىڭ تائىتى ۋە مەسچىتنىڭ خىزمىتى ئۈچۈن ۋەخپە قىلىۋەتتى ، مەسچىت بالىسى قىلىپ بېرىۋەتتى )

حَرَّرَ رَقَبَةً : قۇلنى ئازاد قىلدى.

«حَرَّرَ الْوَكِيلُ الْعَقْدَ» : ۋەكىل توختامنى يازدى.

حَرَّزَ يُحَرِّزُ تَحْرِيزًا: قوغىدى، ساقلىدى.

«حَرَّزَ جِسْمَ الْجَرِيْمَةِ أَوْ أَدَاتَهَا» : زىيانكەشـ لىككە ئۇچرىغۇچىنىڭ جەسىتىنى ياكى جىنا يەتكە ئىشلەتكەن قورال ـ سايمانىنى قاتتىق قوغىدى.

حَرَّشَ يُحَرِّشُ تَحْرِيشًا: قۇتراتتى ، كۇشكۇرـ تتى ، ئارىغا بۆلگۈنچىلىك سالدى.

حَرَّشَ بَيْنَ الْقَوْمِ : قۇتراتتى ، كۇشكۇرتتى ، ئارىغا بۆلگۈنچىلىك سالدى ، ئوت قويرۇقلۇق قىلدى.

حَرَّشَ الْأَرْضَ بِالسَّمَادِ : ئوغۇتلىدى.

حَرَّضَ يُحَرِّضُ تَحْرِيْضًا عَلَى الشَّيْءَ : رىغبەتـ لەندۈردى ، ئىلھاملاندۇردى.

حَرَّضَ يُحَرِّضُ تَحْرِيضًا عَلَى الشَّيْءِ : قوزغىـ دى ، ئىلھاملاندۇردى ؛ كۇشكۇرتتى.

«يَاأَيُّهَا النَّبِيُّ حَرِّضِ الْمُؤْمِنِيْنَ عَلَى الْقِتَالِ» «قرآن» : ئى پەيغەمبەر! مۆمىنلەرنى (مۇشرىكلار بىلەن) ئۇرۇش قىلىشقا رىغبەتـ لەندۈرگىن!

«حَرَّضَ الْعُمَّالَ عَلَى الْإِضْرَابِ بِالرَّغْمِ مِنْ صُدُورِ قَرَارٍ بِمَنْعِهِ» : ئىش تاشلاشنى چەكلەش قارا رىنىڭ چىقىرىلغانلىقىغا قارىماي ئىشچىلارنى ئىش تاشلاشقا كۇشكۇرتتى.

حَرَّضَهُ عَلَى الشَّرِّ : ئۇنى يامانلىققا قۇتراتتى.

حَرَّفَ يُحَرِّفُ تَحْرِيفًا الشَّيْءَ : بۇرمىلىدى ، ئۆزگەرتتى ، يۆتكىۋەتتى ، بۇرىۋەتتى.

حَرَّفَ الْكَلَامَ : ئۆزگەرتىۋەتتى.

حَرَّفَ الْمَعْنَى : ئۆزگەرتىۋەتتى.

«يُحَرِّفُونَ الْكَلِمَ عَنْ مَوَاضِعِهِ» «قرآن» : كىتابـ نىڭ ( يەنى تەۋراتنىڭ ) سۆزلىرىنى ئۆزگەرـ تىۋېتىدىغانلارمۇ بار . . .

حَرَّقَ يُحَرِّقُ تَحْرِيقًا الشَّيْءَ : كۆيدۈردى.

حَرَّكَ يُحَرِّكُ تَحْرِيكًا : ھەرىكەتلەندۈردى ، قوزغىدى، مىدىرلاتتى.

«لَا تُحَرِّكْ بِهِ لِسَانَكَ لِتَعْجَلَ بِهِ» «قرآن» : ( ساڭا جىبرىئىل ئارقىلىق ۋەھى نازىل بولۇـ ۋاتقاندا ، ئۇنى ئېسىڭگە ئېلىۋېلىش ئۈچۈن ) ئالدىراپ تىلىڭنى مىدىرلاتما.

حَرَّكَ سَاكِنَهُ : قوزغىدى.

حَرَّكَ الْعَوَاطِفَ : تەسىرلەندۈردى.

حَرَّكَ الشَّهِيَّةَ : ئىشتىھانى ئاچتى.

حَرَّكَ الْكَلِمَةَ : سۆزلەرگە ھەرىكەت ( بەلگە ) قويدى

«حَرَّكَ كَوَامِنَ نَفْسِهِ» : يوشۇرۇن تۇيغۇلىرىنى قوزغىۋەتتى.

لَا يُحَرِّكُ سَاكِنًا : بىپەرۋا ، ھېچقانداق ھەرىكەت قىلمايدىغان.

حَرَّمَ يُحَرِّمُ تَحْرِيمًا : ھارام قىلدى ، چەكلىدى.

حَرَّمَ عَلَيْهِ كَذَا : ئۇنىڭغا ئىشنى ھارام قىلدى.

«وَأَحَلَّ اللهُ الْبَيْعَ وَحَرَّمَ الرِّبَا» «قرآن» : ئاللاھ سودا ـ سېتىقنى ھالال قىلدى ، جازانـ نى ھارام قىلدى.

حَرُّوقٌ : پىلىك ، پىلتە ، تۇترۇق.

حِرِّيقٌ: ئاچچىق، ئۆتكۈر، غىدىقلىغۇچى (تەم)، قىرتاق.

طَعَامٌ حِرِّيقٌ: غىدىقلىغۇچى تەمى بار تاماق.

حَرَّى ج حِرَارٌ وَحَرَارَى: تەشنا، سۇسىراپ كەتكۈچى، ئۇسساپ كەتكۈچى.

«فِي كُلِّ كَبِدٍ حَرَّى أَجْرٌ» «حديث» : ھەرقانـ داق تەشنا بولغۇچىنى سۇغارغاننىڭ ساۋابى بولىدۇ.

حُرِّيَّةٌ: ئەركىنلىك ، ئەركىنلىك ھوقۇقى ، مۇستەقىللىق.

حُرِّيَّةُ الْإِخْتِيَارِ: تاللاش ھوقۇقى.

حُرِّيَّةُ الْفِكْرِ : پىكىر ئەركىنلىكى.

مَدْرَسَةٌ حُرِّيَّةٌ : شەخسىي مەكتەپ.

حُرِّيَّةٌ شَخْصِيَّةٌ: شەخسىي ئەركىنلىك.

حُرِّيَّةُ تَنْظِيمِ الْإِضْرَابِ : نامايىشقا ئۇيۇشتۇرۇش ئەركىنلىكى.

حُرِّيَّةُ النَّشْرِ : ئاخبارات ئەركىنلىكى ، نەشرىيات ئەركىنلىكى ، مەتبۇئات ئەركىنلىكى.

حُرِّيَّةٌ فَرْدِيَّةٌ : شەخسىي ئەركىنلىك.

حُرِّيَّةُ الْإِجْتِمَاعِ: يىغىلىش ئەركىنلىكى.

**حُرِّيَّةُ الْعِبَادَةِ** : دىنىي ئەركىنلىك ، ئىبادەت قىلىش ئەركىنلىكى.

**حُرِّيَّةُ الْكَلاَمِ** : سۆز ئەركىنلىكى.

**حُرِّيَّةُ التَّعْلِيمِ** : ئوقۇش ئەركىنلىكى.

**حُرِّيَّةُ الْعَمَلِ** : خىزمەت ئەركىنلىكى ، ئىشلەش ئەركىنلىكى.

**اَلنِّضَالُ فِي سَبِيلِ الْحُرِّيَّةِ** : ئەركىنلىك ئۈچۈن كۈرەش قىلىش ، ئەركىنلىك يولىدا كۈرەش قىلىش.

**حَرُزَ يَحْرُزُ حَرَازًا الرَّجُلُ**: پۇختا بولدى ، مۇستەھكەم بولدى ؛ قوغدالدى.

**حَرَزَ يَحْرُزُ حَرْزًا الشَّيْءَ**: مالنى ساقلىدى ، مالنى قوغدىدى ، مالنى مۇھاپىزەت قىلدى.

**حِرْزٌ ج أَحْرَازٌ**: ئىستىھكام ، قورغان ، پوتەي ؛ تۇمار ، تىلتۇمار.

**حِرْزٌ حَرِيزٌ**: مۇستەھكەم پاناھگاھ.

**«هُوَ فِي حِرْزٍ لاَ يُوصَلُ إِلَيْهِ»** : ئۇ مۇستەھكەم قورغان ئىچىدە.

**كَانَ فِي حِرْزٍ حَرِيزٍ**: ئۇ چىڭ، پۇختا بولدى.

**حَرَزَةٌ** : مالنىڭ ياخشىسى ، مالنىڭ نوچىسى ، مالنىڭ ئېسىلى.

**حَرَسَ يَحْرُسُ حَرْسًا وَ حِرَاسَةً الشَّيْءَ** : ساقلىدى ، قوغدىدى ، مۇھاپىزەت قىلدى.

**حَرَسَ عَلَى الشَّيْءِ**: ساقلىدى ، قوغدىدى ، مۇھاپىزەت قىلدى.

**«وَظِيفَةُ الْبَوَّابِ الْأُولَى أَنْ يَحْرُسَ الْمَبْنَى»** : دەرۋازىۋەننىڭ بىرىنچى ئىشى بىنانى قوغداش.

**حَرِسَ يَحْرَسُ حَرَسًا** : ئۇزۇن ياشىدى ، ئۇزۇن ئۆمۈر كۆردى.

**حَرْسٌ ج أَحْرَاسٌ**: دەۋر ، زامان ، ئەسىر.

**حَرَسٌ ج حُرَّاسٌ** : مۇھاپىزەتچى ، قوغدىغۇچى ، قاراۋۇل.

**حَرَسٌ شَخْصِيٌّ**: شەخسىي مۇھاپىزەتچى ، شەخسىي قاراۋۇل.

**حَرَسُ الشَّرَفِ** : ھۆرمەت قاراۋۇلى.

**حَرَسُ السُّلْطَانِ** : پادىشاھنى قوغدىغۇچى قوشۇن.

**اَلْحَرَسَانِ** : كېچە بىلەن كۈندۈز.

**حَرَشَ يَحْرِشُ حَرْشًا وَ تَحْرَاشًا الضَّبَّ** : كېلەنى تۇتۇش ئۈچۈن ئۈركۈتتى.

**حَرَشَ الدَّابَّةَ** : ئۇلاغنى تېز ماڭغۇزۇش ئۈچۈن دۈمبىسىگە سانچىدى.

**حَرَشَهُ** : مورلىدى ، تاتىلىدى.

**حَرَشَ الصَّيْدَ** : ئوۋ ئوۋلىدى.

**حَرَشَ بَيْنَ الْقَوْمِ** : قەۋمنىڭ ئارىسىنى بۇزدى.

**حَرِشَ يَحْرَشُ حَرَشًا الشَّيْءُ** : قوپال بولدى ، يىرىك بولدى ، ئالدىدى.

**حَرَشٌ** : قوپاللىق ، يىرىكلىك.

**اَلْحَرِشُ**: ئۇخلىمايدىغان ئادەم.

**حَرِشٌ ج حِرَاشٌ** : ئالدامچىلىق؛ جامائەت ، كوللېكتىپ ؛ ئىز.

**حُرْشٌ وَ حَرِشٌ ج حُرُوشٌ وَ أَحْرَاشٌ** : ئورمانلىق.

**حُرْشَةٌ** : قوپاللىق ، يىرىكلىك.

**حَرْشَفٌ ج حَرَاشِفُ**: كىچىك قوش ؛ كىچىك چېكەتكە ؛ ياشانغان ئادەم ؛ كېسەل ئادەم ؛ باچكا؛ بېلىق قاسىرقى.

**حَرْشَفُ السَّمَكِ** : بېلىق قاسىرقى.

**حُرْشُفٌ** : ئوغۇل - دوغۇل يەر.

**حَرَصَ يَحْرِصُ حِرْصًا الرَّجُلُ** : ھېرىس بولدى ؛ ئاچكۆزلۈك قىلدى ، نەپسانىيەتچىلىك قىلدى.

**«إِنْ تَحْرِصْ عَلَى هُدَاهُمْ فَإِنَّ اللهَ لاَيَهْدِي مَنْ يُضِلُّ وَ مَالَهُمْ مِنْ نَاصِرِينَ»** (قرآن) : سەن ئۇلارنىڭ ھىدايەت تېپىشىغا ھېرىس بولساڭمۇ ، ئاللاھ ئۆزى گۇمراھ قىلغان كىشىنى ھىدايەت قىلمايدۇ ، ئۇلارنى ( ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قۇتقۇزىدىغان ) ھېچقانداق مەدەتكار يوق.

**حِرْصٌ** : بېخىللىق ، ھېرىسلىق ؛ ئاچكۆزلۈك.

**حِرْصًا عَلَيْهِ**: ئامراقلىق يۈزىسىدىن، ئاياش يۈزىسىدىن، كۆيۈنۈش يۈزىسىدىن.

**«سَحَبَ اِقْتِرَاحَهُ حِرْصًا عَلَى صُدُورِ الْقَرَارِ بِالْإِجْمَاعِ»** : قارارنىڭ كوللېكتىپ چىقىر-

لـىشـىغا كۆيۈنۈش يۈزىسـىدىن تەكـلـىپىنـى قايتۇرۇۋالـدى.

**اَلْحِرْصُ عَلَى الثَّأْرِ** : قـىساس ئوتى ، ئـىنتـىقام ئوتى.

**حَرَضَ يَحْرُضُ حَرَاضَةً** : جۈدەپ كـەتتـى ، يـاداپ كەتتى، ئورۇقلـىدى؛ هالاك بولاي دەپ قالـدى.

**اَلْحَرَضُ**: قاتتـىق ئاغرىق؛ نىـرۋىـنىـڭ بۇزۇلـىشى؛ ئەخلاقنىڭ بۇزۇلـىشى؛ ناچار ئادەم؛ ناچار سۆز؛ ئورۇق تۆگە.

**اَلْحَرَضُ مِنَ الثَّوْبِ**: كـىيىمـنىـڭ پەۋىزى.

**«قَالُوْا تَاللّٰهِ تَفْتَأُ تَذْكُرُ يُوسُفَ حَتَّى تَكُوْنَ حَرَضًا أَوْ تَكُونَ مِنَ الْهَالِكِينَ»** ‹قۇرئان› : ئۇلار: « ئاللاھـنىـڭ نامى بىـلەن قەسەمكى ، سەن يۈسۈفنى ياد ئېتىشۋېرىپ ( ھەسرەتتىن ) هالاك بولۇشقا تاس قالـىدىغان ياكى هالاك بولـىدىغان بولـدۇڭ » دېدى.

**حَرَفَ يَحْرِفُ حَرْفًا الشَّيْءَ عَنْ وَجْهِهِ**: بۇرۇلۇپ كەتتى، بۇرىدى، ئاغدى.

**حَرْفٌ ج حِرَفٌ** : قـىرغاق ، گـىرۋەك ، تەرەپ ، چەت ، بوي ، ياقا ، يان ؛ ئورۇق، ىىقتا تۆگە؛ شەك ـ شۈبھە.

**حَرْفُ الْجَبَلِ** : تاغنىـڭ قىـرى.

**حَرْفُ كُلِّ آلَةٍ قَاطِعَةٍ** : تىغ.

**«وَمِنَ النَّاسِ مَنْ يَعْبُدُ اللّٰهَ عَلَى حَرْفٍ»** ‹قۇرئان› : بەزىلەر ئاللاھقا شەك ـ شۈبھە بىلەن ( يەنى تۇراقسىز هالدا ) ئىبادەت قىلىدۇ.

**حَرْفٌ ج حُرُوفٌ وَ أَحْرُفٌ** : ھەرپ.

**حَرْفُ جَرٍّ** : زىر ئوقۇتىدىغان قوشۇمچە ، سۆز ئالدى قوشۇمچىسى.

**حَرْفٌ حَلْقِيٌّ** : بوغۇزدىن چىقىدىغان ھەرپ.

**حَرْفٌ سَاكِنٌ** : سۈكۈنلۈق ھەرپ.

**حَرْفٌ شَمْسِيٌّ** : قۇياش ھەرپى ، (شەمسىيە ھەرپى)

**حَرْفٌ قَمَرِيٌّ**: ئاي ھەرپلىرى ، (قەمەرىيە ھەرپلەرى)

**حَرْفٌ عَطْفٍ** : باغلىغۇچى ھەرپ.

**حَرْفُ عِلَّةٍ** : ئىللەتلىك ھەرپ ( ئەرەب تىلى گراماتىكىسىدا«وَاوٌ» ، «اَلِفٌ» ، «يَاءٌ» ھەرپلىرى « ئىللەتلىك ھەرپلەر » دېيىلىدۇ )

**حَرْفُ الْإِسْتِفْهَامِ** : سوراق ياردەمچى سۆز، سوراق ئالماش.

**حَرْفُ نِدَاءٍ** : ئۈندەش سۆز.

**حَرْفٌ مَطْبَعِيٌّ** : قوغۇشۇن ھەرپ.

**«نَزَلَ الْقُرْآنُ عَلَى سَبْعَةِ أَحْرُفٍ»** ‹حَدِيث› : قۇرئان كەرىم يەتتە خىل شىۋى بىلەن نازىل بولغان.

**«نَقَلَ الْمَقَالَةَ حَرْفًا بِحَرْفٍ مِنْ كِتَابِ الْمُؤَلِّفِ»** : ئۇ يازغۇچىنىڭ كىتابىدىن ماقالىنى سۆزمۇ سۆز كۆچۈردى.

**حِرْفَةٌ ج حِرَفٌ** : كەسىپ، ھۈنەر.

**حِرْفَةٌ يَدَوِيَّةٌ** : قول سانائىتى ، قول ھۈنەرۋەنچىلىكى.

**حِرْفَةٌ شَرِيفَةٌ** : شەرەپلىك ھۈنەر.

**أَرْبَابُ الْحِرَفِ** : ھۈنەرۋەنلەر ، قول سانائەتچىلەر.

**إِحْتِرَافُ حِرْفَةٍ** : ئىشقا ئورۇنلىشىش ، ئىش تېپىش، بىرەر كەسىپ بىلەن شۇغۇللىنىش.

**حِرَفِيٌّ** : قول ھۈنەر ئۇستىسى.

**تَرْجَمَةٌ حَرْفِيَّةٌ** : سۆزمۇ سۆز تەرجىمە ، ئۆلۈك تەرجىمە.

**حَرَقَ يَحْرُقُ حَرْقًا** : كۆيدۈردى ، ئوت قويدى؛ چىشلىرىنى غۇچۇرلاتتى.

**«يَحْرُقُونَ أَنْيَابَهُمْ غَيْظًا وَحَنَقًا»** ‹حديث› : ئۇلار غەزەپ ـ نەپرەتتە چىشلىرىنى غۇچۇرلىتاتتى.

**حَرْقٌ ج حُرُوقٌ** : ئوت ئاپىتى ، يانغىن ، ئوت ۋەقەسى ؛ كۆيدۈرۈلگەن ، كۆيۈك ، كۆيگەن جاي.

**«أُصِيبَ عَدَدٌ مِنَ اللَّاجِئِيْنَ بِحُرُوقٍ خَطِيْرَةٍ إِثْرَ إِشْعَالِ النَّارِ فِي مُعَسْكَرِهِمْ»** : مۇساپىرلاردىن بىرقانچىسى ئۇلارنىڭ لاگېرىدا يۈز بەرگەن يانغىندا ئېغىر كۆيۈككە دۇچار بولدى.

**حَرْقٌ عَمْدِيٌّ** : قەستەن ئوت قويماق.

**حُرْقَةٌ ج حُرَقٌ**: ھارارەت ، ئىسسىقلىق ، قىزغىنلىق.

**بَكَى بِحُرْقَةٍ** : ئۆكسۈپ يىغلىدى.

**حُرْقَةٌ**: ئۆتكۈر، كەسكىن، ئىتتىك.

**حِرْقِدٌ ج حَرَاقِدُ** : تىل تۈۋى.

**حَرْقَدَةٌ ج حَرَاقِدُ** : بوغىدىيەك.

**حَرْقَفَةٌ ج حَرَاقِيفُ** : ئولتۇرغۇچى سۆڭەك.

**حَرَكَ يَحْرُكُ حَرْكًا وَ حَرَكَةً** : مىدىرلىدى، تەۋرىدى، ھەرىكەتلەندى.

**حَرِكٌ** : شوخ، ھەرىكەتچان.

**حَرَكَةٌ ج حَرَكَاتٌ** : ھەرىكە، زىر-زەبەر، ھەرىكەت.

**«كَانَتِ السُّلُطَاتُ تُرَاقِبُ الْمُعَارِضِينَ فِي حَرَكَاتِهِمْ وَسَكَنَاتِهِمْ»** : ھۆكۈمەت دائىرىلىرى قارشى تۇرغۇچىلارنىڭ ئىش - ھەرىكەتلىرىنى كۆزىتىپ تۇراتتى.

**حَرَكَةٌ تَحْرِيرِيَّةٌ** : ئازادلىق ھەرىكىتى.

**حَرَكَةٌ اِنْتِخَابِيَّةٌ** : سايلام ھەرىكىتى.

**حَرَكَةُ الْمُرُورِ** : قاتناش.

**«إِذَا نُظِّمَتْ حَرَكَةُ الْمُرُورِ فِي الشَّوَارِعِ قَلَّتِ الْحَوَادِثُ»** : كوچىلاردا قاتناش تەرتىپكە سېلىنسا، قاتناش ۋەقەلىرى ئازىيىدۇ.

**حَرَكَةُ الْعُمَّالِ** : ئىشچىلار ھەرىكىتى.

**اَلْحَرَكَةُ النِّسَائِيَّةُ** : ئاياللار ھەرىكىتى.

**ثَقِيلُ الْحَرَكَةِ** : ھەرىكىتى ئاستا، مىس - مىس، تەۋرىنەس، ئېغىر.

**خَفِيفُ الْحَرَكَةِ** : ئىتتىك، چاققان، چەبدەس.

**حَرَكَاتٌ عَسْكَرِيَّةٌ** : ھەربىي ھەرىكەت.

**حَرَكِيٌّ**: ھەرىكەتكە مەنسۇپ، ھەرىكەتچان.

**«اَلْفِكْرُ بِطَبِيعَتِهِ حَرَكِيٌّ»** : ئوي - پىكىر ماھىيەتتىن ئېلىپ ئېيتقاندا ھەرىكەتچاندۇر.

**إِسْمٌ حَرَكِيٌّ**: يالغان ئىسىم، مەخپىي ئىسىم (بىرەر تەشكىلات ئەزالىرىنىڭ ھەقىقىي ئىسمىنى يوشۇرۇپ قويۇۋالغان يالغان ئىسىم)

**حَرَكِيَّةٌ**: شەيئىلەر ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ، ئۆزلۈكسىز ھەرىكەتلىنىپ تۇرىدۇ، دېيدىغان قاراش.

**«يَتَّسِمُ الْمُجْتَمَعُ الْمُتَطَوِّرُ بِحَرَكِيَّتِهِ»** : تەرەققىي تاپقان جەمئىيەت ھەرىكەتچان ئالاھىدىلىككە ئىگە.

**حَرَمَ يَحْرِمُ حِرْمًا وَحَرِيمًا وَحِرْمَانًا وَحَرِمًا وَحِرْمَةً وَحَرِيمَةً**: مەنئى قىلدى، چەكلىدى.

**«حَرَمَتْنَا الظُّرُوفُ حَيَاةَ الْاِسْتِقْرَارِ»** : شەرت - شارائىت بىزنى خاتىرجەم تۇرمۇش كەچۈرۈشتىن مەھرۇم قىلدى.

**حَرُمَ يَحْرُمُ حُرْمًا وَ حُرُمًا وَ حُرْمَةً وَ حَرَامًا الشَّيْءُ**: چەكلەندى، ھارام قىلىندى.

**«يَحْرُمُ الصَّوْمُ عَلَى الْحَائِضِ»** : ھەيز كۆرگەن ئايال روزا تۇتۇشتىن چەكلىنىدۇ.

**حَرِمَ يَحْرَمُ حَرَمًا وَحَرَامًا عَلَيْهِ الْأَمْرُ**: چەكلەندى، توسالدى، مەنئى قىلىندى.

**حَرِمَ فِي الْقِمَارِ** : ئۇتتۇردى، زىيان تارتتى.

**حَرَمٌ ج أَحْرَامٌ** : چەكلەنگەن جاي، توسالغان جاي، مۇقەددەس جاي؛ ئايال.

**«اَلْجَامِعَةُ حَرَمٌ آمِنٌ»** : ئۇنىۋېرسىتېت دەخلىسىز، ئامانلىق جايدۇر.

**اَلْحَرَمَانِ** : مەككە بىلەن مەدىنە.

**حِرْمَانٌ** : مەھرۇم قىلماق، ۋەزىپىسىدىن قالدۇرماق، قورۇق قالدۇرماق.

**«قَضَتِ الْمَحْكَمَةُ بِحِرْمَانِهِ مِنَ الْحُقُوقِ الْمَدَنِيَّةِ»** : مەھكىمە ئۇنى مەدەنىي ھوقۇقلىرىدىن مەھرۇم قىلىش ھۆكۈم چىقاردى.

**حُرْمَةٌ ج حُرُمَاتٌ وَ حُرَمٌ** : ھۆرمەت، ئېھتىرام؛ چەكلەنگەن ئىش، قىلىشقا بولمايدىغان ئىش؛ ئايال؛ ئابروي.

**حُرْمَةُ الرَّجُلِ** : كىشىنىڭ ئايالى.

**«لَهُ حُرْمَةٌ بَيْنَ قَوْمِهِ»** : ئۇنىڭ ئۆز قەۋمى ئىچىدە ئابرويى بار.

**بِحُرْمَةِ فُلَانٍ** : پالانىنىڭ ھۆرمىتى بىلەن.

**لَهُ حُرْمَةٌ بَيْنَ قَوْمِهِ** : خەلق ئىچىدە ئۇنىڭ ھۆرمىتى بار.

**حَرْمَدٌ.حِرْمَدٌ** : قارانچۇق.

**حِرْمِسٌ ج حَرَامِسُ**: قەھەتچىلىك، قۇرغاقچىلىق.

**حَرْمَلٌ** : سۈزاب.

**حَرْمَلَةٌ ج حَرَامِلُ:** ئالدى ئوچۇق كەڭ، قىسقا كىيىم.

**حَرَنَ وَ حَرُنَ يَحْرُنُ حُرُونًا وَ حُرَانًا وَ حِرَانًا الدَّابَّةُ:** ئۇلاق توختىۋالدى.

**حَرَنَ فِي الْبَيْعِ :** سودىدا ئادىل بولدى.

**حَرُوَّةٌ:** سېسىق پۇراق ، بەدبۇي.

**حَرُونٌ :** تەرسا ، ئاساۋ ، جاھىل.

**حِصَانٌ حَرُونٌ :** ئاساۋ ئات ، شاش ئات.

**حَرَا يَحْرُو حَرَّابِهِ:** لايىق بولدى، تېگىشلىك بولدى.

**«يَحْرُو بِكَ أَنْ تَخَلِّيَ مَقْعَدَكَ لِهَذَا الرَّجُلِ الْمُسِنِّ» :** بۇ ياشىنىپ قالغان ئادەمگە ئورنۇڭنى بوشىتىپ بېرىشىڭ كېرەك.

**حَرُورٌ :** ئىسسىق شامال ، قۇياش ھارارىتى ، ئىسسىق ھاۋا.

**«وَمَايَسْتَوِي الْأَعْمَى وَالْبَصِيرُ وَلاَ الظُّلُمَاتُ وَلاَالنُّورُ وَلاَ الظِّلُّ وَلاَالْحَرُورُ» «قۇرئان» :** كور ئادەم بىلەن كۆزى ساق ئادەم باراۋەر بولمايدۇ . زۇلمەت بىلەن نۇر ( يەنى باتىل بىلەن ھەق ) باراۋەر بولمايدۇ . سايە بىلەن ئىسسىق ( يەنى جەننەت بىلەن دوزاخ ) باراۋەر بولمايدۇ.

**حَرُورَةٌ :** ئەركىنلىك ، ئەركىنلىك ھوقۇقى، مۇستەقىللىق.

**حَرُورِيَّةٌ :** ئەركىنلىك ، ئەركىنلىك ھوقۇقى ، مۇستەقىللىق.

**حَرَى يَحْرِي حَرْيًا الشَّيْءَ:** كېمىيىپ كەتتى ؛ ئۈمىد قىلدى.

**حَرِيبٌ ج حُرَبَاءُ :** بۇلانغان ، تالانغان.

**حَرِيثَةٌ ج حَرَائِثُ :** ھوسۇل ، مەھسۇلات.

**حَرِيرٌ ج حَرَائِرُ :** يىپەك ، تاۋار.

**حَرِيرُ مُشَاقَةٍ :** خام يىپەك.

**حَرِيرٌ صِنَاعِيٌّ :** سۈنئىي يىپەك.

**حَرِيرٌ صَخْرِيٌّ :** تاشپاختا.

**صَانِعُ الْحَرِيرِ :** يىپەك سودىگىرى ، يىپەك ساتقۇچى.

**حَرَائِرِيٌّ :** يىپەك ئىشلەپچىقىرىش.

**حُرَيْرَةٌ :** پارچە تاۋار.

**حَرِيرِيٌّ :** يىپەككە مەنسۇپ ، يىپەككە ئائىت ؛ يىپەك ساتقۇچى ؛ يىپەك ئىشلەپ چىقارغۇچى.

**مَلاَبِسُ حَرِيرِيَّةٌ :** يىپەك كىيىملەر.

**حَرِيزٌ :** مۇستەھكەم ، پۇختا ، يىمىرىلمەس ، بىخەتەر.

**حَرِيْزٌ:** پاناھ جاي، پۇختا قاچا.

**حَرِيسَةٌ ج حَرَائِسُ :** قوي قوتىنى ؛ كېچىسى ئوغرىلانغان قوي.

**حَرِيشٌ ج حُرْشٌ وَ حَرْشَاءُ:** كەركىدان ؛ سەكسەن پۇت ، مىلىك ئاياغ.

**حَرِيصٌ ج حُرَصَاءُ وَ حِرَاصٌ وَ حَرَاصٌ:** ئاچكۆز، بېخىل ، تويماس ؛ ھېرىس ، ئامراق .

**«حَرِيصٌ عَلَيْكُمْ بِالْمُؤْمِنِينَ رَءُوفٌ رَحِيمٌ» «قۇرئان» :** ئۇ سىلەرنىڭ ( ھىدايەت تېپىشىڭلارغا ) ھېرىستۇر ، مۆمىنلەرگە ئامراقتۇر ، ناھايىتى كۆيۈمچاندۇر.

**حَرِيصَةٌ ج حَرَائِصُ وَ حِرَاصٌ :** بېخىل؛ ئاچكۆز؛ قارنى يامان، تويماس ؛ ھېرىس.

**حَرِيفٌ ج حُرَفَاءُ :** ئىشداش ، كەسىپداش ، خىزمەتداش ؛ خېرىدار.

**حَرِيقٌ ج حَرْقَى :** ئوت ئاپىتى ، يانغىن ؛ كۆيدۈرۈلگەن ، كۆيۈك ؛ شولتا سۈيى ، ئىششقار سۈيى ، شورلۇق سۇ.

**«إِنَّ الَّذِيْنَ فَتَنُوا الْمُؤْمِنِيْنَ وَالْمُؤْمِنَاتِ ثُمَّ لَمْ يَتُوبُوا فَلَهُمْ عَذَابُ جَهَنَّمَ وَلَهُمْ عَذَابُ الْحَرِيْقِ» «قۇرئان» :** مۆمىن ئەر ۋە مۆمىن ئاياللارغا زىيانكەشلىك قىلغاندىن كېيىن كۇفرىدىن قايتمىغانلار ، شۈبھىسىزكى ، جەھەننەمنىڭ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ . ئۇلارغا ئوت بىلەن ئازاب قىلىنىدۇ.

**«شَاهَدْتُ حَرِيقًا فِي الْمَصْنَعِ فَاتَّصَلْتُ هَاتِفِيًّا بِجُنُودِ الْإِطْفَاءِ» :** زاۋۇتتا ئوت كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ ئوت ئۆچۈرۈش خادىملىرىغا تېلېفون بەردىم.

**بَابُ الْحَرِيقِ :** ئوتتىن مۇداپىئەلىنىش ئىشىكى.

**حَرِيقَةٌ ج حَرَائِقُ** : گۈلخان ، يانغىن ، دالا يانغىنى.

**حَرِيمٌ ج حُرُمٌ**: چەكلەنگەن جاي ، قوغدىلىدىغان جاي ؛ كىشىنىڭ ئايالى.

**حَرِيمُ الدَّارِ** : قورۇغا تەۋە جاھاز ۋە قورۇلما.

**حَرِيمٌ** : ئەدىيال.

**دَرَّاجَةٌ حَرِيمَةٌ**: ئاياللارچە ۋېلسىپىت.

**حَرِيٌّ ج حَرِيُّونَ وَأَحْرِيَاءُ م حَرِيَّةٌ ج حَرِيَّاتٌ وَ حَرَايَا** : لايىق ، تېگىشلىك، لازىم ، مۇنا- سىپ ، كېرەك.

**«هُوَ حَرِيٌّ بِالْإِكْرَامِ وَالتَّقْدِيرِ»** : ئۇ ھۆرمەت- لەشكە ۋە قەدىرلەشكە تېگىشلىك ئادەم.

**حَزَازٌ. حَزَازَةٌ ج حَزَازَاتٌ**: باشنىڭ كېپىكى ؛ ھۆل تەمرەتكە ، قوتاق ، قاپارتما؛ دۈشمەن- لىك، ئاداۋەت.

**«شُغِلَ الْقَوْمُ بِحَزَازَتِهِمِ الشَّخْصِيَّةِ عَنِ الْخَطَرِ الْمُحْدِقِ بِوَطَنِهِمْ»** : قەۋم يۇرتىنىڭ بېشىغا كەلگەن خەۋپ – خەتەر بىلەن كارى بولماي شەخسىي دۈشمەنلىكى بىلەن بولۇپ كەتتى.

**حَزَاقَةٌ** : جاماعەت ، ئادەملەر توپى.

**حِزَامٌ وَ أَحْزِمَةٌ ج حُزُمٌ** : بەلۋاغ ، پوتا ، كەمەر.

**حِزَامُ السَّرْجِ** : ئۇلاڭ ، توشلۇك ، تارتما.

**حِزَامُ النَّجَاةِ مِنَ الْغَرَقِ** : بىخەتەر تاسمىسى.

**حِزَامُ الطَّرِيقِ**: يولنىڭ ئوتتۇرىسى.

**شَدَّ حِزَامَهُ** : تۆشلۈكنى چىڭىتتى.

**«أَمَرَهُمْ بِشَدِّ الْأَحْزِمَةِ عَلَى الْبُطُونِ»** : ئۇ ئۇلارغا قورساق ئۈستىگە بەلۋاغ باغلاشقا بۇيرۇق قىلدى.

**حَزَامَةٌ**: قەتئىي بولماق ، كەسكىن بولماق ، ئۆزگە ئىشەنمەك.

**حُزَانَةٌ**: ئۇرۇق – تۇغقان.

**حَزَبَ يَحْزُبُ حَزْبًا الْأَمْرُ**: قاتتىق بولدى ، قاتتىق كەلدى ، ئېغىر بولدى ، ئېغىر كەلدى.

**«كَانَ الرَّسُولُ إِذَا حَزَبَهُ أَمْرٌ صَلَّى» «حديث»** : پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگەر بىر ئىش قاتتىق كەلسە ناماز ئۆتەيتتى.

**حَزَبَ الْقُرْآنَ** : قۇرئاننى پارىلارغا بۆلدى.

**حِزْبٌ ج أَحْزَابٌ** : گۇرۇھ ، جاماعەت ، پارتىيە.

**«كُلُّ حِزْبٍ بِمَا لَدَيْهِمْ فَرِحُونَ» «قرآن»** : ھەربىر پىرقە ئۆز دىنى بىلەن خۇشالدۇر.

**حِزْبُ الْعُمَّالِ** : ئىشچىلار پارتىيىسى.

**حِزْبٌ شُيُوعِيٌّ**: كوممۇنىستىك پارتىيە.

**حِزْبُ الْجُمْهُورِيَّةِ** : جۇمھۇرىيەتچىلەر پارتىيە- سى.

**حِزْبُ الدِّيمُوقْرَاطِيَّةِ** : دېموكراتىك پارتىيە.

**حِزْبُ الْأَحْرَارِ**: ھۆرىيەتچىلەر پارتىيىسى.

**حِزْبُ الْمُحَافِظِينَ** : كونسېرۋاتىپلار پارتىيىسى.

**حِزْبِيٌّ**: پارتىيىلىك ، پارتىيە ئەزاسى ، پارتىيە ئىچىدىكى.

**لَا حِزْبِيٌّ** : پارتىيىسىز ، پارتىيە سىرتىدىكى.

**حِزْبِيَّةٌ** : پارتىيىلىك.

**«مَصْلَحَةُ الْوَطَنِ فَوْقَ الْحِزْبِيَّةِ الضَّيِّقَةِ»** : دۆلەت مەنپەئەتى تار گۇرۇھۋازلىقتىن ئۈستۈندۇر.

**اَللَّاحِزْبِيَّةُ** : پارتىيىسىزلىك.

**حَزَرَ يَحْزُرُ حِزْرًا و مَحْزِرَةً**: مۆلچەرلىدى ، پەرەز قىلدى ، تەخمىن قىلدى.

**حَزَرَ يَحْزُرُ حَزْرًا وَ حُزُورًا اللَّبَنُ** : سۈت ئاچچىق بولۇپ قالدى ، ئېچىپ قالدى.

**حَزْرَةٌ ج حَزَرَاتٌ** : جەۋھەر ، مېغىز.

**حَزَّ يَحُزُّ حَزًّا**: كەستى ، ئويدى ، يوچۇق ئاچتى.

**حَزَّ رَقَبَتَهُ** : بېشىنى كەستى.

**أَلَمٌ حَزَّ فُؤَادَهُ**: ئۇنىڭ كۆڭلىنى رەنجىتكەن- دەرد.

**«حَزَّ هذَا الْمَنْظَرُ فِي نَفْسِهِ»** : بۇ كۆرۈنۈش ئۇنىڭدا چوڭقۇر تەسىر قالدۇردى.

**«حَزَّ الْأَمْرُ فِي صَدْرِهِ»** : تەسىر قىلدى، قايغۇغا سالدى، ئازابلىدى.

**«يَحُزُّ فِي نَفْسِي أَنْ تَسْتَمِرَّ الْخِلَافَاتُ بَيْنَنَا وَ وَطَنُنَا مُهَدَّدٌ بِالْخَطَرِ»** : يۇرتىمىز تەھدىتكە ئۇچراۋاتقان چاغدا ئارىمىزدىكى ئىختىلاپلارنىڭ توگىمەيۋاتقانلىقى مېنى ئازابلايدۇ.

**حَزٌّ ج حُزُوزٌ** : پەرەز ، تەخمىن ؛ جىددىي پەيت ؛ يارا ئېغىزى ؛ بەلگە ، ئالامەت.

**حَزَّبَ يُحَزِّبُ تَحْزِيبًا الْقَوْمَ** : قەۋمنى گۇرۇھلارغا ئۇيۇشتۇردى ، بۆلدى ، ئايرىدى.

**حَزَّبَ إِلَيْهِ**: يىغىلدى ، توپلاندى.

**حَزَّةٌ ج حَزَّاتٌ** : پەيت ، ھالقىلىق پەيت ، پۇرسەت.

**حَزَّزَ يُحَزِّزُ تَحْزِيزًا** : كەستى ، يىرتتى.

**حَزَّمَ يُحَزِّمُ تَحْزِيمًا**: يۆگىدى ، ئورىدى ؛ تاڭدى ، باغلىدى ، چىگدى.

**حَزَّنَ يُحَزِّنُ تَحْزِيْنًا** : غەمكىن قىلدى ، خاپا قىلدى ، قايغۇغا سالدى.

**حَزَقَ يَحْزِقُ حَزْقًا الشَّيْءَ** : نەرسىنى سىقتى ، قىستى.

**حَزَقَ الْوِتْرَ**: تارىنى چىڭىتتى.

**حَزَقَ الْحِمَارُ** : ئېشەك ئوسۇردى.

**حِزْقٌ** : جامائەت ، ئادەملەر توپى.

**حَزَكَ يَحْزِكُ حَزْكًا الشَّيْءَ** : سىقتى.

**حَزَكَ الشَّيْءَ بِالْحَبْلِ** : ئارغامچا بىلەن باغلىدى ؛ قىستى ، سىقتى، باستى.

**حَزَمَ يَحْزِمُ حَزْمًا**: يۆگىدى ، ئۈزدى ؛ تاڭدى، باغلىدى ، چىگدى.

**حَزُمَ يَحْزُمُ حَزْمًا**: قەتئىي بولدى ، كەسكىن بولدى، ئۆزىگە ئىشەندى ، پۇختا بولدى ؛ تاڭدى.

**حَزْمٌ** : قەتئىي بولماق ، كەسكىن بولماق ، ئۆزىگە ئىشەنمەك، تاڭماق.

**«بَدَأَ الطُّلَّابُ بِحَزْمِ حَقَائِبِهِمْ اِسْتِعْدَادًا لِلْعَوْدَةِ إِلَى ذَوِيهِمْ»** : ئوقۇغۇچىلار ئۆيلىرىگە قايتىشقا تەييارلىق قىلىش يۈزىسىدىن يۈك ـ تاقلىرىنى تېڭىشقا باشلىدى.

**بِحَزْمٍ** : قەتئىي ، تەلتۆكۈس ، ئۈزۈل ـ كېسىل.

**حُزْمَةٌ ج حُزَمٌ** : باغلام ، بوپا ، بوقچا ، تېڭىق.

**حَزَنَ يَحْزُنُ حُزْنًا**: قايغۇغا سالدى ، خاپا قىلدى ، كۆڭلىنى يېرىم قىلدى ، غەمگە سېلىپ قويدى.

**حَزَنَ يَحْزُنُ حُزْنًا**: خاپا بولدى، ھەسرەت چەكتى، قايغۇردى.

**حَزِنَ يَحْزَنُ حَزَنًا لَهُ**: خاپا بولدى ، ھەسرەت چەكتى ، قايغۇردى ، غەم قىلدى.

**«فَرَدَدْنَاهُ إِلَى أُمِّهِ كَيْ تَقَرَّ عَيْنُهَا وَلَا تَحْزَنَ»** «قۇرئان» : ئانىسىنىڭ خۇشال بولۇشى ، قايغۇرماسلىقى ۋە ئاللاھنىڭ ۋەدىسىنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىش ئۈچۈن بىز مۇسانى ئۇنىڭغا قايتۇردۇق.

**حُزْنٌ وَ حَزَنٌ ج أَحْزَانٌ** : غەم ـ قايغۇ ، ھەسرەت.

**«وَابْيَضَّتْ عَيْنَاهُ مِنَ الْحُزْنِ فَهُوَ كَظِيمٌ»** «قۇرئان» : قايغۇدىن ( كۆپ يىغلاپ ) ئىككى كۆزى ئاقىرىپ كەتتى ( يەنى ئىككى كۆزى كۆرمەس بولۇپ قالدى ) ئۇ تولۇپ تاشقان ئاچچىقىنى ئىچىگە يۇتقانىدى.

**«وَقَالُوا الْحَمْدُ لِلّٰهِ الَّذِي أَذْهَبَ عَنَّا الْحَزَنَ»** «قۇرئان» : ئۇلار ئېيتتى : جىمى ھەمدۇ سانا بىزدىن غەم ـ قايغۇنى كەتكۈزىۋەتكەن ئاللاھقا مەنسۇپتۇر !

**حَزْنٌ ج حُزُونٌ وحُزْنٌ** : ئوڭغۇل ـ دوڭغۇل.

**حَزِنٌ** : غەمكىن ، غەمناك ، ئويچان.

**حَزْنَانٌ** : غەمكىن ، غەمناك ، ئويچان.

**حَزْوَرَةٌ ج حَوَازِيرُ**: تېپىشماق ، سىر.

**حُزُومَةٌ** : قەتئىي بولماق ، كەسكىن بولماق ، ئۆزىگە ئىشەنمەك.

**حَزِيْبٌ ج حَوَازِبُ** : بەختسىزلىك ، پېشكەللىك.

**حَزِيرَانُ** : شەمسىيە 6 ـ ئاي.

**حَزِيرَةٌ** : جەۋھەر ، مېغىز.

**حَزِيقَةٌ** : جامائەت ، ئادەملەر توپى.

**حَزِينٌ ج حُزَنَاءُ** : غەمكىن ، ئويچان ، غەمناك.

**حَسَا يَحْسُو حَسْوًا** : بىر يۇتۇم ـ بىر يۇتۇمدىن ئىچتى ، بىر ئوتلام ـ بىر ئوتلامدىن ئىچتى.

**«اِسْتَعَانَ بِأَكْوَابٍ مِنَ الشَّايِ يَحْسُوهَا هَادِئًا رَفِيْقًا»** : ئىستاكانلاردىكى چايلارنى ئاستا ئوتلىدى.

**حَسَا الْحَسَاءَ:** شورپىنى ئوتلىدى.

**حَسَا. حَسَاءٌ :** شورپا.

**حِسَابٌ ج حِسَابَاتٌ :** ھېساب ، مىقدار ؛ ھېسا-
بات ، سان مۆلچەر ، پەرەز.

**حِسَابُ التَّفَاضُلِ :** دىففېرېنسىئال ھېساب.

**عَلَى الْحِسَابِ :** نىسى ، ھېساب.

**يَوْمُ الْحِسَابِ :** قىيامەت كۈنى.

**عَلَى حِسَابِ فُلَانٍ:** پالانىنىڭ خىراجىتى بىلەن.

**قَائِمَةُ الْحِسَابِ :** ھېسابات تالونى.

**حِسَابٌ مَفْتُوحٌ :** بوغۇلمىغان ھېسابات.

**حِسَابُ الْأَرْبَاحِ وَالْخَسَائِرِ :** كىرىم - چىقىم ھېساباتى.

**حِسَابُ التَّمَامِ وَالتَّكَامُلِ :** ئىنتىگال.

**حِسَابُ الْجُمَّلِ :** ئەبجەد ھېسابى.

**حِسَابُ الْمُثَلَّثَاتِ :** ترىگونومېترىيە.

**حِسَابٌ خِتَامِيٌّ :** يىللىق ھېساب.

**«كَانُوا يَدْرُسُونَ عَلَى حِسَابِ الدَّوْلَةِ» :** ئۇلار دۆلەت خىراجىتى بىلەن ئوقۇۋاتقانىدى.

**رَئِيسُ الْحِسَابَاتِ :** باش بوغالتىر.

**حِسَابُ الْمِيزَانِيَّاتِ الْخِتَامِيَّةِ :** ئاتچوت.

**حِسَابِيٌّ:** ھېسابقا خاس ، ھېسابىي ، ھېسابلىق.

**حُسَاقَةٌ :** ھەممە نەرسىنىڭ ناچىرى ، تاشلاندۇ-
قى ؛ دۆشمەنلىك.

**حُسَاقَةٌ مِنَ النَّاسِ :** ئادەملەرنىڭ ئوسسۇلى.

**حُسَالَةٌ :** كېرەكسىز نەرسە ، قىرىش.

**حُسَامٌ:** ئۆتكۈر قىلىچ ، خەنجەر ، شەمشەر.

**«بَعْضُ الْكَلَامِ أَقْطَعُ مِنَ الْحُسَامِ» :** بەزى سۆزلەر تىغدىنمۇ ئۆتكۈر.

**اَلْحُسَّانُ:** چىرايلىق ، ئىنتايىن گۈزەل.

**حَسِبَ يَحْسَبُ حِسْبَانًا الشَّيْءَ:** ئويلىدى ، پەرەز قىلدى ، گۇمان قىلدى ، . . . دەپ سانىدى.

**«حَسِبَ لِكُلِّ شَيْءٍ حِسَابَهُ» :** ئىشنى ئەتراپلىق ئويلاندى.

**حَسِبَةٌ :** مۆلچەرلىدى.

**«يَجِبُ أَنْ نَحْسَبَ حِسَابَ النِّفْطِ الْمُتَدَفِّقِ فِي أَرَاضِينَا» :** يېرىمىزدىن ئېتىلىپ چىقىۋاتقان نېفىتنىڭ ھېسابىنى ئەتراپلىق مۆلچەرلە-
شىمىز كېرەك.

**«وَتَحْسَبُهُمْ أَيْقَاظًا وَهُمْ رُقُودٌ» «قۇرئان» :** ئۇلارنى ئويغاق دەپ ئويلايسەن ، ھالبۇكى ، ئۇلار ئۇيقۇدىدۇر.

**حَسُبَ يَحْسُبُ حَسَبًا :** تېگى - تەكتى ئېسىل بولدى ، نەسەبى ئېسىل بولدى.

**حَسَبَ يَحْسُبُ حِسَابًا وَ حُسْبَانًا الْمَالَ:** سانىدى ، ھېسابلىدى.

**حَسَبَ النَّجْمَ :** پال ئاچتى ، رەم باقتى.

**حَسْبٌ :** مۆلچەرلىمەك ؛ توشماق ، توپلىماق؛ يېتەرلىك.

**حَسْبُكَ دِرْهَمٌ :** ساڭا بىر دىرھەم يېتەرلىك.

**«يَاأَيُّهَا النَّبِيُّ حَسْبُكَ اللّٰهُ وَمَنِ اتَّبَعَكَ مِنَ الْمُؤْمِنِينَ» «قۇرئان» :** ئى پەيغەمبەر ! ئاللاھ ساڭا ۋە ساڭا ئەگەشكەن مۆمىنلەرگە كۇپايە قىلغۇچىدۇر.

**فَحَسْبُ :** پەقەت، يالغۇز.

**«لَا يُجِيدُ أُسْتَاذُنَا اللُّغَةَ الْعَرَبِيَّةَ فَحَسْبُ، بَلْ يُتْقِنُ الْإِنْكِلِيزِيَّةَ أَيْضًا» :** ئۇستازىمىز ئەرەب تىلىنى ياخشى بىلىپلا قالماي ، ئىنگلىز تىلىنىمۇ پۇختا بىلىدۇ.

**نَعْمَلُ حَسْبَ النِّظَامِ** تۈزۈم بويىچە ئىشلەيمىز.

**بِحَسْبِ كَذَا :** . . . غا ئاساسەن، بويىچە.

**بِحَسْبِ شَرِيعَتِنَا :** شەرىئىتىمىزگە ئاساسەن.

**حَسْبَمَا:** قانداق قىلىپ، قانداقچە، قانداقلا.

**«حَشَرَ نَفْسَهُ بَيْنَ النَّاسِ حَسْبَمَا اتَّفَقَ» :** كىشىلەر ئارىسىدا قانداقلا ئىشقا توغرا كەلسە ئاقساقاللىق قىلىدۇ.

**حَسَبٌ ج أَحْسَابٌ :** ئەجدادلارنىڭ شان - شەرە-
پى ، تېگى - تەكتىنىڭ ئېسىللىكى ؛ سان ؛ ئۆلچەم بويىچە.

**حُسْبَانٌ :** سانىماق ، ھېسابلىماق ، ئىنچىكە ئورۇنلاشتۇرماق ؛ بالا - قازا ؛ گۇمان ؛

تەدبىر ؛ ھالاكەت ؛ . . . دەپ تونۇماق ؛ مۆلچەرلىمەك، پەرەز قىلىنمىغان، كۆڭۈلگە كىرمىگەن.

**«الشَّمْسُ وَالْقَمَرُ بِحُسْبَانٍ» «قرآن»** : كۈن بىلەن ئاي ( ئۆز بۇرچلىرىنى ) مۇئەييەن ھېساب بويىچە سەيىر قىلىدۇ.

**«وَجَّهَ إِلَيْهِ أَسْئِلَةً لَمْ تَكُنْ فِي الْحُسْبَانِ»** : ئۇ پەرەز قىلمىغان سوئاللارنى ئۇنىڭغا قويدى.

**حِسْبَانٌ** : ھېساب ؛ يامانلىق؛ بالا ـ قازا؛ گۇمان؛ سانىماق ، تونۇماق.

**«وَيُرْسِلَ عَلَيْهَا حُسْبَانًا مِنَ السَّمَاءِ فَتُصْبِحَ صَعِيدًا زَلَقًا» «قرآن»** : بېغىڭغا ئاسماندىن بىر ئاپەت يۇزلەندۇرۇش بىلەن بېغىڭ تۈپتۈز قاقاس يەرگە ئايلىنىپ قالغاي.

**حِسْبَةٌ ج حِسَبٌ**: ئەجىر، ساۋاب؛ ھەق؛ ئومۇمىي جەمئىي، ھەممىسى؛ دەپنە قىلماق، كۆممەك (بۇ ئىسلام دۆلەتلىرىدە بۇرۇنقى چاغدا بىر مەنسەپنىڭ ئىسمى بولۇپ، بۇ مەنسەپكە ئىگە بولغان ئادەم، مال باھاسىنى ئىجتىمائىي ئەدەپ ـ ئەخلاقلارغا ئائىت قاتارلىق ئومۇمىي ئىجتىمائىي ئىشلارنى باشقۇراتتى).

**حَسْبَلَ يُحَسْبِلُ حَسْبَلَةً «حَسْبِيَ اللّٰهُ»** : دېدى.

**حَسْحَسَ يُحَسْحِسُ حَسْحَسَةً اللَّحْمَ** : گۆشنى كاۋاپ قىلدى.

**حَسْحَسَ لَهُ** : ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتتى ، ماتەم تۇتتى.

**حَسَدَ يَحْسُدُ حَسَدًا** : ھەسەت قىلدى ، ئىچى تارلىق قىلدى ، كۆرەلمىدى.

**«لَيْسَ لِلْحَاسِدِ إِلاَّ مَاحَسَدَ»** : ھەسەت قىلغۇچى ھەسەت قىلغاندىن باشقا ھېچ نەرسىگە ئېرىشەلمەيدۇ.

**«أَمْ يَحْسُدُونَ النَّاسَ عَلَى مَا آتَاهُمُ اللّٰهُ مِنْ فَضْلِهِ» «قرآن»** : ياكى ئۇلار ئاللاھ ئۆز پەزلىدىن كىشىلەرگە بەرگەن نەرسىگە ( يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بېرىلگەن پەيغەمبەرلىككە ) ھەسەت قىلىشامدۇ ؟

**حَسَدٌ** : ھەسەت قىلماق ، كۆرەلمەسلىك ، ئىچى تارلىق قىلماق.

**«أَكَلَ الْحَسَدُ قَلْبَهُ»** : قاتتىق ھەسەت قىلدى.

**حَسَرَ يَحْسُرُ حُسُورًا** : ئېچىلدى ، پاش بولدى، ئاشكارىلاندى.

**حَسَرَ كُمَّهُ** : يېڭىنى تۈردى.

**«فَحَسَرَ عَنْ ذِرَاعَيْهِ»** : ئۆزىنىڭ ئىككى بىلىكىنى ئېچىۋەتتى.

**حَسَرَ الْقِنَاعَ** : قىياپىتىنى ئېچىپ تاشلىدى.

**حَسَرَ الشَّيْءُ** : ئېچىلدى ، ئاشكارا بولدى.

**حَسَرَ عَنْ رَأْسِهِ** : يالاڭباشتاق بولىۋالدى.

**حَسِرَ يَحْسَرُ حَسْرًا عَلَى الشَّيْءِ** : ھەسرەت چەكتى ، قايغۇردى ، ئەلەم چەكتى.

**حَسَرَ يَحْسُرُ حَسَارَةً الْبَصَرُ** : كۆز تالدى ، كۆز تورلاشتى ، كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىزلاشتى.

**حَسْرٌ** : ھەسرەت ، غەم ـ قايغۇ.

**حُسْرٌ** : يېقىنىنى كۆرەلمەسلىك كېسىلى.

**حَسِيرٌ** : ھارغان ، تالغان ، چارچىغان ، ئاجىز ، زەئىپ.

**حَسْرَانُ م حَسْرَى ج حَسَارَى** : ئەپسۇسلانغۇچى ، پۇشايمان قىلغۇچى ، ھەسرەت چەككۈچى.

**حَسْرَةٌ ج حَسَرَاتٌ** : ھەسرەت ، قايغۇ.

**«وَإِنَّهُ لَحَسْرَةٌ عَلَى الْكَافِرِينَ» «قرآن»** : قۇرئان كۇففارلارغا ( ئۇلار قۇرئاننى ئەستىق قىلغۇچىلارنىڭ ساۋابىنى ۋە ئىنكار قىلغۇچىلارنىڭ ئازابىنى كۆرگەن چاغدا ) ئەلۋەتتە ھەسرەت بولىدۇ.

**«يُرَدِّدُ فِي نَفْسِهِ حَسَرَاتِ الْحَنِينِ إِلَى مَنْزِلِهِ وَأَرْضِهِ»** : ئۇ دىلىدا ئۆيىگە ۋە يۇرتىغا بولغان سېغىنىش ھەسرەتلىرىنى قايتىلايتتى.

**«يَا حَسْرَتَا عَلَى مَا فَرَّطْتُ فِي جَنْبِ اللّٰهِ» «قرآن»** : ئاللاھنىڭ تائىتىدە كەتكۈزۈپ قويغانلىرىمغا ھەسرەت !

**يَا حَسْرَتِي وَا حَسْرَتَا يَا لَلْحَسْرَةِ** : ۋاي ئىست، ۋايىيەي ، ۋايجان ، ۋاي ھەسرەت ، ۋاي نادامەت.

**حَسَّ يَحِسُّ حَسًّا حَسِيسًا لَهُ**: ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتتى ، رەھمى كەلدى ، ھېسداشلىق بىلدۈردى.

**حَسَّ الْبَرْدُ الزَّرْعَ** : سوغۇق زىرائەتنى نابۇت قىلدى.

**حَسَّ الْحِصَانَ** : ئاتنى تاراپ تازىلىدى.

**«ضَرَبْتُ يَدِي عَلَى جَبِينِي فَلَمْ أُحِسَّ مِخْفَقَةَ نُقُودِي»** : مەن قولۇمنى يانچۇقۇم ئۈستىگە ئۇردۇم ۋە پۇل قاپچۇقۇمنى سەزمىدىم.

**حِسٌّ:** ھېس قىلىش ، سېزىش ؛ ئاۋاز ؛ تۇغۇت تولغىقى.

**«يَتَمَتَّعُ هَذَا الرَّسَّامُ بِحِسٍّ فَنِّيٍّ»** : بۇ رەسسام سەنئەت تۇيغۇسى بىلەن ھۇزۇرلىنىدۇ.

**حَسٌّ** : ھېس ، سېزىم.

**حَسَّاسٌ** : سېزىمچانلىقى كۈچلۈك ، سەزگۈر ، سېزىمچان ، ھېسسىياتچان.

**مَكَانٌ حَسَّاسٌ** : سېزىمچانلىق كۈچلۈك جاي.

**مَوْضُوعٌ حَسَّاسٌ** : سەزگۈر مەسىلە.

**«ضَرَبَهُ فِي مَكَانٍ حَسَّاسٍ مِنْ جِسْمِهِ»** : ئۇ ئۇنىڭ جىسمىنىڭ سەزگۈر يېرىگە ئۇردى.

**حَسَّاسَةٌ** : سەزگۈر ئەزا ؛ ئانتېنا.

**نُقْطَةٌ حَسَّاسَةٌ** : سېزىمچانلىقى كۈچلۈك نۇقتا.

**حَسَّاسِيَّةٌ** : سېزىمچانلىق ، سەزگۈرلۈك ، توك ياكى ماگنىتنىڭ جىسىملارغا بولغان تەسىرى.

**مَرَضُ الْحَسَّاسِيَّةِ** : سېزىمچانلىق كېسىلى، سەزگۈرلۈك كېسىلى.

**«لِأَنَّ لِلْكَلْبِ حَسَّاسِيَّةً خَاصَّةً»** : ئىتنىڭ بۇرنى ئالاھىدە سېزىمغا ئىگە.

**حُسَّانٌ** : بەكمۇ گۈزەل ، ئىنتايىن چىرايلىق.

**حَسَّبَ يُحَسِّبُ تَحْسِيبًا:** كۆپلەپ سانىدى ، ساناقتا مۇبالىغە قىلدى.

**حَسَّبَ الْمَيِّتَ:** مېيىتنى دەپنە قىلدى ؛ كېپەن بىلەن دەپنە قىلدى ، كېپەنلىك دەپنە قىلدى.

**حَسَّدَ يُحَسِّدُ تَحْسِيدًا** : ھەسەت قىلدى ، ئىچى تارلىق قىلدى ، كۆرەلمىدى.

**حَسَّرَ يُحَسِّرُ تَحْسِيرًا** : ئېچىندۇردى ، ھەسرەتكە سېلىپ قويدى.

**حَسَّسَ يُحَسِّسُ تَحْسِيسًا مِنَ الْقَوْمِ** : خەۋەرنى سۈرۈشتۈردى.

**حَسَّفَ يُحَسِّفُ تَحْسِيفًا** : ئادالىدى.

**حَسَّكَ يُحَسِّكُ تَحْسِيكًا** : بېخىللىق قىلدى ، پىخسىقلىق قىلدى.

**حَسَّنَ يُحَسِّنُ تَحْسِينًا** : ياخشىلىدى ، گۈزەللەشتۈردى ، زىننەتلىدى ، بېزىدى ، پەردازلىدى.

**«لَقَدْ حَسَّنُوا طَرِيقَةَ عَمَلِهِمْ وَبِذَلِكَ ازْدَادَتْ فَعَالِيَتُهُمْ»** : ئۇلار ئىش ئۇسۇلىنى ياخشىلىدى ، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئىش ئۈنۈمى يۇقىرى كۆتۈرۈلدى.

**حِسِّيٌّ** : ھېسسى ، ھېس قىلىشقا بولىدىغان.

**اَلْإِدْرَاكُ الْحِسِّيُّ** : ھېسسى بىلىش ، سەزگۈ.

**حَسَقَ يَحْسِقُ حَسْقًا الْحَيَّةُ** : يىلان كۈش ـ كۈش ئاۋاز چىقاردى.

**حَسَقَ التَّمْرَ** : خورمىنى ئادالىدى ، ئىلغىدى.

**حَسِكَ يَحْسَكُ حَسَكًا:** غەزەپلەندى، ئاچچىقلاندى.

**حَسِكَ الدَّابَّةُ** : ئۇلاغ ئېغىزدۇرۇقنى چاينىدى.

**حَسَكٌ** : بۇدۇشقاق.

**حَسَكُ السَّمَكِ** : بېلىقنىڭ قىلتىرىقى.

**«لَقَدْ عَلِقَتْ حَسَكَةُ السَّمَكِ فِي حَلْقِهِ»** : بېلىقنىڭ قىلتىرىقى گېلىدە تۇرۇپ قالدى.

**حَسْكَنِيت** : تىكەن.

**حَسَكِيٌّ** : تىكەنلىك ، تىكىنى بار ، قىلتىرىقلىق.

**حِسْلٌ ج حِسَلَةٌ وَ أَحْسَالٌ وَ حُسُولٌ وَ حِسْلَانٌ** : كىچىك بۇرما مىخ.

**حَسَمَ يَحْسِمُ حَسْمًا** : ئۈزدى ؛ توستى ؛ تاشلىدى.

**حَسَمَ الْأَمْرَ** : ئىشنى قارار قىلدى ، توختام قىلدى ، مۇقىملاشتۇردى ، بەلگىلىدى.

**حَسَمَ الْقَوْمَ** : تەلتۆكۈس يوقاتتى ، يىلتىزىدىن تۈگەتتى.

**«هَذِهِ قَضِيَّةٌ يَحْسِمُهَا الرَّأْيُ الْجَامِعِيُّ لَا الْفَرْدِيُّ»** : بۇ مەسىلە شەخسىي بىر كىشىنىڭ پىكرى بىلەن ئەمەس ، جامائەتنىڭ پىكرى بىلەن ھەل بولىدۇ.

**«حَسَمَ التَّاجِرُ عَشْرَةً بِالْمِائَةِ مِنْ سِعْرِ الْبِضَاعَةِ»** : سودىگەر مالنىڭ باھاسىنى 10% چۈشۈردى.

**حَسْمٌ** : قارار قىلماق ، كەسمەك ؛ مۇقىملاشتۇرماق ، ھۆكۈم قىلماق ؛ چۈشۈرۈۋەتمەك ؛ يەڭمەك.

حَسُنَ وَ حَسَنَ يَحْسُنُ حَسْنًا الشَّيْءُ : گۈزەل بولدى ، كۆركەم بولدى ، چىرايلىق بولدى.

«يَحْسُنُ بِكَ أَنْ تُكْمِلَ عَمَلَكَ بِدُونِ تَأْخِيرٍ أَوْ تَأْجِيلٍ» : ئىشىڭنى كېيىنگە سۈرمەي تاماملىساڭ ساڭا ياخشى بولىدۇ.

«حَسُنَ الطَّالِبُ أَدَبًا» : ئوقۇغۇچىنىڭ ئەدەپ - ئەخلاقى چىرايلىق بولدى.

«يَحْسُنُ بِكَ» : ساڭا ياخشى بولىدۇ.

«مُتَّكِئِيْنَ عَلَى الْأَرَائِكِ نِعْمَ الثَّوَابُ وَ حَسُنَتْ مُرْتَفَقًا» «قرآن» : (ئالتۇن ۋە ئېسىل رەختلەر بىلەن قاپلانغان) تەختلەرگە يۆلىنىپ ئولتۇرىدۇ. بۇ نېمىدېگەن ياخشى مۇكاپات!

حُسْنٌ : گۈزەللىك ، ھۆسن - جامال؛ چىراي ، مېھرى.

«وَوَصَّيْنَا الْإِنْسَانَ بِوَالِدَيْهِ حُسْنًا» «قرآن» : ئىنسانلارنى ئاتا - ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇدۇق.

حُسْنُ الْأَدَبِ : گۈزەل ئەخلاق ، ئەدەپ - ئەخلاق.

مِنْ حُسْنِ حَظِّي : بەخت تەلىيىم ئوڭدىن كەلگەنلىكتىن.

حُسْنُ الْخُلُقِ : ياخشى خۇلق ، ياخشى ئادەت ، گۈزەل ئەخلاق.

حُسْنُ الظَّنِّ : ياخشى نىيەت ، ياخشى ئوي.

حُسْنُ الْبَلَاءِ فِي : ئىرادىلىك.

حُسْنُ الْمُعَامَلَةِ: ياخشى مۇئامىلە، گۈزەل مۇئامىلە.

حُسْنُ الْقَبُولِ: كېلىشىملىك ، ئوڭۇشلۇقلۇق.

حُسْنُ السِّيَرِ وَ السُّلُوكِ : ياخشى ئەخلاق.

حُسْنُ الْجِوَارِ: ياخشى قوشنىدارچىلىق.

حُسْنُ الْإِبْتِدَاءِ «فِي الْبَدِيعِ» : سۆز - ماقالىنىڭ ياخشى باشلىنىشى ، بەدىئىي جەھەتتىن ئۈستۈن بولۇشى.

حُسْنُ الْإِنْتِهَاءِ «فِي الْبَدِيعِ» : سۆز - ماقالىنىڭ ياخشى چۈشۈشى.

حُسْنُ التَّعْبِيرِ «فِي الْبَيَانِ» : ياخشى ئىپادىلەش.

حُسْنُ الْقَصْدِ أَوْ النِّيَّةِ : ياخشى نىيەت ، خەير - خاھلىق ، دوستانىلىق.

حَسَنٌ ج حَسَنَاتٌ : ياخشى ، چىرايلىق ، كېلىشكەن ، گۈزەل.

حَسَنُ الْمَخْبَرِ وَ الْمَظْهَرِ : ئىچى - تېشى چىرايلىق ، گۈزەل.

اَلنِّيَّةُ الْحَسَنُ : ياخشى نىيەت.

حَسَنًا : ياخشى قىلدىڭ ، ئوبدان قىلدىڭ ، ھەببەللى.

«قَالَ «حَسَنًا حَسَنًا» مَرَّاتٍ مُتَتَالِيَةً» : ياخشى - ياخشى دېدى.

حَسْنَاءُ: چىرايلىق ئايال ، نازىنىن.

اَلْحَسَنَانِ : پەيغەمبەرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەۋرىلىرى ھەسەن بىلەن ھۈسەيىن.

حَسَنَةٌ ج حَسَنَاتٌ: ياخشىلىق، ئېھسان، سەدىقە.

«مَنْ جَاءَ بِالْحَسَنَةِ فَلَهُ عَشْرُ أَمْثَالِهَا» «قرآن» : بىرەر ياخشىلىق قىلغان ئادەم ئون ھەسسە ئارتۇق ساۋابقا ئىگە بولىدۇ.

«أَعْطَيْتُ السَّائِلَ حَسَنَةً» : مەن تىلەمچىگە سەدىقە بەردىم.

«اَلْحَسَنَاتُ يُذْهِبْنَ السَّيِّئَاتِ» «قرآن» : ياخشى ئىشلار ئارقىلىق يامان ئىشلار يوقىلىدۇ.

اَلْحُسْنَى: ياخشى ئاقىۋەت، ياخشى نەتىجە، گۈزەل، چىرايلىق.

«أَيًّا مَا تَدْعُوا فَلَهُ الْأَسْمَاءُ الْحُسْنَى» «قرآن» : قايسىنى ئاتىساڭلار ( ھەممىسى ياخشىدۇر) . چۈنكى ئاللاھنىڭ نۇرغۇن گۈزەل ئىسىملىرى بار.

«وَ كُلًّا وَعَدَ اللَّهُ الْحُسْنَى» «قرآن» : بۇ ئىككى خىل كىشىلەرنىڭ ھەممىسىگە ئاللاھ جەننەتنى ۋەدە قىلدى.

أَسْمَاءُ اللَّهِ الْحُسْنَى : ئاللاھ تائالانىڭ 99 گۈزەل ئىسمىنىڭ ئومۇمىي ئاتىلىشى.

حُسْنَيَانِ : ئاللاھ يولىدا زەپەر قۇچۇش ۋە شېھىت بولۇش.

«قُلْ هَلْ تَرَبَّصُونَ بِنَا إِلَّا إِحْدَى الْحُسْنَيَيْنِ» «قرآن» : ئېيتقىنكى ، « سىلەر پەقەت بىزنىڭ ( غەلىبە قىلىش ياكى شېھىت بولۇشتىن ئىبارەت) ئىككى خىل ياخشى ئاقىۋەتنىڭ بىرىگە ئېرىشىشىمىزنى كۈتۈۋاتىسىلەر.

اَلْحَسَنِيُّونَ : ئىمام ھەسەن ئىبنى ئەلىنىڭ
ئەسلىدىن بولغانلار.
حَسْوَةٌ ج حَسَوَاتٌ : بىر يۇتۇم ، بىر ئوتلام.
حُسْوَةٌ ج حُسَوَاتٌ : بىر ئوتلام ئىچىملىك.
حَسُودٌ ج حُسُدٌ : ھەسەتخور ، ئىچى تار.
حُسُودٌ: كۆرەلمەسلىك كېسىلى.
حُسُومٌ: ئارقىمۇ ئارقا، ئۈزۈلدۈرمەي.
«سَخَّرَهَا عَلَيْهِمْ سَبْعَ لَيَالٍ وَثَمَانِيَةَ أَيَّامٍ
حُسُومًا» «قرآن» : ئاللاھ ئۇلارغا بوراننى يەتتە
كېچە ، سەككىز كۈندۈز ئۈزۈلدۈرمەي ئاپىرىدە
قىلدى.
حَسَى يَحْسِي حَسْيًا: ئارقىمۇ ئارقا ؛ شۇملۇق ،
يامانلىق.
حِسْي.حَسْيٌ ج أَحْسَاءٌ وَ حِسَاءٌ : ساسلىق.
حَسِيبٌ ج حُسَبَاءُ : ئېسىلزادە ، ئاقسۆڭەك ،
تېگى ئېسىل ، ئېسىل نەسەبلىك.
«كَفَى بِنَفْسِكَ الْيَوْمَ عَلَيْكَ حَسِيبًا» «قرآن» :
بۈگۈن ئۆزۈڭگە ئۆزۈڭ گۇۋاھ بولۇشۇڭ كۇپايە.
حَسِيبُكَ أَوْ حَسْبُكَ اللّٰهُ : ئاللاھ ساڭا كۇپايە
قىلىدۇ ، ئاللاھ ساڭا يېتەرلىك.
اَلْحَسِيبُ : ئاللاھ تائالانىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن
بولۇپ « ھەممىدىن ھېساب ئالغۇچى» دېگەن
مەنىدە.
حَسِيرٌ ج حَسْرَى : ھارغان ، تالغان ، چارچىغان ،
ئاجىز ، زەئىپ.
حَسِيرُ الطَّرْفِ: كۆزى ئاجىز ، كۆز نۇرى قاچقان ،
كۆزى تالغان.
«يَنْقَلِبْ إِلَيْكَ الْبَصَرُ خَاسِئًا وَ هُوَ حَسِيرٌ»
«قرآن» : كۆزۈڭ ئۈمىد ئۈزگەن ۋە تالغان
ھالدا قايتىدۇ.
حَسِيسٌ : ئىنچىكە ئاۋاز ، يوشۇرۇن ئاۋاز ،
پىچىر ـ پىچىر ئاۋاز.
«لاَ يَسْمَعُونَ حَسِيسَهَا» «قرآن» : ئۇلار دوزاخ-
نىڭ شەپىسىنى ئاڭلىمايدۇ.
حَسِيفَةٌ: ھەممە نەرسىنىڭ ناچىرى ، تاشلاندۇق ؛
دۈشمەنلىك.

حَسِينٌ : چىرايلىق ، ئىنتايىن چىرايلىق.
حَشَا يَحْشُو حَشْوًاالْوِسَادَةَ: ياستۇقنى قاپلىدى.
حَشَا الطَّبِيبُ سِنَّهُ : دوختۇر ئۇنىڭ چىشىنى
قاپلىدى.
حَشًا ج أَحْشَاءٌ: ( ئادەمنىڭ ) ئىچكى ئەزالىرى.
أَحْشَاءُالْأَرْضِ: كان بايلىقى، يەر ئاستى بايلىقى.
حُشَاشٌ : سەكراتتىكى ئادەم ، جېنى تۇمشۇقىغا
كېلىپ قالغان ئادەم.
«سَمِعْتُ صَوْتًا صَارِخًا يَخْرُجُ مِنْ أَحْشَاءِ اللَّيْلِ» :
كېچە قاراڭغۇلۇقىدا چىقىۋاتقان ۋارقىرىغان
ئاۋازنى ئاڭلىدىم.
حَشَأَ يَحْشَأُ حَشْأً النَّارَ : ئوتنى ياقتى ، ئوتنى
تۇتاشتۇردى.
حَشَدَ يَحْشُدُ وَ يَحْشِدُ حَشْدًا الشَّيْءَ: يىغدى ،
توپلىدى ، جەملىدى.
حَشَدَ الْقَوْمُ : جەم بولۇپ بىر ياقىدىن باش
چىقاردى.
حَشَدَ الزَّرْعُ : ئۆسۈملۈك مايسا بولدى.
حَشْدٌ ج حُشُودٌ : يىغماق ، توپلىماق ؛ توپ ،
جامائەت.
«إِنَّ حَشْدَ الْقُوَّاتِ عَلَى طُولِ الْحُدُودِ يَتَطَلَّبُ
دَائِمًا إِسْتِعْدَادَاتٍ كَبِيرَةً» : ئۇزۇن كەتكەن
چېگرىلارغا قوشۇن توپلاش ھەمىشە زور تەييار-
لىقلارنى تەلەپ قىلىدۇ.
«طَلَبَتِ الْحُكُومَةُ مِنَ الْأُمَمِ الْمُتَّحِدَةِ التَّحْقِيقَ
فِي أَمْرِ الْحُشُودِ الْعَسْكَرِيَّةِ عَلَى حُدُودِهَا» :
ھۆكۈمەت بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتىدىن
ئۆز چېگرىسىغا توپلانغان قوشۇن مەسىلىسى-
نى تەكشۈرۈپ بېقىشنى تەلەپ قىلدى.
حَشْدُ الْجُنُودِ : ئەسكەر توپلىماق.
حَشَرَ يَحْشُرُ حَشْرًا النَّاسَ: توپلىدى ، يىغدى ؛
چىقىرىۋەتتى ؛ يۆتكىۋەتتى ؛ ھالاك قىلدى ؛
ئۆچۈردى ، يوقاتتى.
«اَللّٰهُمَّ تَوَفَّنِي فَقِيرًا وَ لاَتَتَوَفَّنِي غَنِيًّا وَاحْشُرْنِي
فِي زُمْرَةِ الْمَسَاكِينِ» «حديث» : ئى ئاللاھ!
مېنى باي ھالەتتە ئەمەس، كەمبەغەل ھالەتتە
قەبزى روھ قىلغىن، مېنى قىيامەت كۈنى

مـسـكـىنلـەر قاتارىدا قىلىغىن.

**حُشِرَ فِي رَأْسِهِ** : بېشى يوغىنىدى.

**حُشِرَتِ ٱلْوُحُوش** : ياۋايى ھايۋاناتلار ئۆلدى ، ھالاك بولدى.

**حَشْرٌ** : توپلىماق ، يىغماق.

**يَوْمُ الْحَشْرِ**: قىيامەت كۈنى.

**حَشَرَةٌ ج حَشَرَاتٌ**: قۇرت-قوڭغۇزلار، ھاشارات.

**عِلْمُ حَشَرَاتٍ** : ھاشاراتشۇناسلىق.

**حَشْرَجَ يُحَشْرِجُ حَشْرَجَةً الْمَرِيضُ** : ئاغرىق خىرقىرىدى ، كېكىرتىكىدىن خىرقىراق ئاۋاز چىقاردى.

**حَشْرَجَةٌ ج حَشْرَجَاتٌ** : خىرقىرىغان ئاۋاز.

**حَشَّ يَحُشُّ حَشًّاالْحَشِيشَ**: ئوت ئورىدى.

**حَشَّ النَّارَ** : ئوت ياقتى ، ئوت تۇتاشتۇردى.

**حَشَّ الْحَرْبَ**: ئۇرۇش قوزغىدى، ئۇرۇش باشلىدى.

**حَشَّاشٌ** : نەشىكەش ، بەك چېكىدىغان ئادەم، نەشە سودىگىرى.

**حَشَّدَ يُحَشِّدُ تَحْشِيدًا الشَّيْءَ**: يىغدى، توپلىدى، جەملىدى.

**حَشَّرَ يُحَشِّرُ تَحْشِيرًا الْمَالَ** : مال توپلىدى ، بايلىق توپلىدى ، مال كۆپەيتتى.

**حَشَّشَ يُحَشِّشُ تَحْشِيشًا** : نەشە چەكتى.

**حَشَّمَ يُحَشِّمُ تَحْشِيمًا** : خىجىل قىلدى ، ئۇيالدۇردى ؛ غەزەپلەندۈردى ، ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

**حَشَّى يُحَشِّي تَحْشِيَةً الْكِتَابَ** : كىتابقا ھاشىيە چىقاردى ، كىتابقا شەرھى يازدى ؛ پەۋازلىدى.

**حَشَّى الثَّوْبَ**: كىيىمنى پەۋازلىدى ، كىيىمگە پەۋاز تۇتتى.

**حَشَّى فِي النَّصِّ الْأَصْلِيِّ** : ئەسلى تېكىستكە شەرھى يازدى ، ئىزاھات يازدى.

**حَشَفٌ** : خورمىنىڭ ئەڭ ناچىرى.

**حَشَفَةُ الْقَضِيبِ ج حَشَفَاتٌ و حِشَافٌ** : زەكەرنىڭ ئۇچى ، بەتلىمى.

**حَشَكَ يَحْشِكُ حَشْكًا وَ حُشُوكًا**: توپلىدى، توپلاندى، يىغىلدى.

**حَشَكَتِ الرِّيحُ** : شامال قاتتىق چىقتى.

**حَشَكَتِ النَّخْلَةُ** : خورما بۇلۇق بولدى.

**حَشْكَةٌ** : ئۆتكۈنچى يامغۇر.

**حَشَكَةٌ** : ئاما ، ئاۋام ، جامائە.

**حَشَمَ يَحْشُمُ ويَحْشِمُ حَشْمًا**: خىجىل قىلدى، ئۇيالدۇردى؛ غەزىپىنى كەلتۈردى، ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

**حَشِمَ يَحْشَمُ حَشْمًا**: خىجىل بولدى ، ئۇيالدى؛ غەزەپلەندى ، ئاچچىقلاندى.

**حَشَمٌ ج أَحْشَامٌ** : خىزمەتچى ، خادىم ، قوغدىغۇچى ؛ ئەسكەر.

**حَشَمُ الرَّجُلِ**: خوشلۇقتا بولسۇن، خاپىلىقتا بولسۇن، كىشى بىلەن بىللە بولىدىغان ئائىلىسىدىكىلىرى، قوشنىلىرى، دوستلىرى.

**حِشْمَةٌ** : ھايا قىلماق ، تارتىنماق ، قورۇنماق ؛ ئەدەپ ، ئەدەپلىك ؛ تۇغقانچىلىق.

**حُشْمَةٌ**: ئايال ؛ ئۇرۇق - تۇغقان.

**حَشْوٌ ٱلْمَحَاشِي**: تولدۇرما ماتېرىيال، سەپلىمە.

**«لاَقِيْمَةَ لِلتَّعْلِيْمِ إِذَا كَانَ يَعْتَمِدُ عَلَى حَشْوِ الدِّمَاغِ بِالْمَعْلُومَاتِ»** : ساۋاتلار بىلەن كاللىنى توشقۇزۇشنى ئاساس قىلغان مائارىپنىڭ قىممىتى بولمايدۇ.

**«تَجِدُ فِي كِتَابَاتِ بَعْضِ الْمُؤَلِّفِينَ كَثِيْرًا مِنَ التَّكْرَارِ وَالْحَشْوِ لِغَيْرِ ضَرُورَةٍ أَوْ فَائِدَةٍ»** : بەزى يازغۇچىلارنىڭ كىتابلىرىدا ئۇرغۇنلىغان تەكرارلىنىشلارنى ۋە پايدىسى يوق زىيادە سۆزلەرنى كۆرىسەن.

**حَشْوَةٌ** : ئارتۇقچە گەپ.

**حَشْوَةٌ. حِشْوَةٌ. حُشْوَةٌ**: ئادەمنىڭ قورسىقىدىكى مايدىن باشقا ئىچكى ئەزالىرى.

**حُشْوَةٌ. حِشْوَةٌ**: يارامسىز نەرسە؛ لۇكچەك، ساياق.

**حَشِيَ يَحْشَى حَشْيًا** : دەم سىقىلدى ، زىققە كېسىلى بولدى ، نەپەس سىقىلدى.

**حَشًى ج أَحْشَاءٌ**: ئىچكى ئەزالار.

**مِنْ بَيْنِ الْحَشَى** : يۈرەكنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىدىن.

**حَشِيْشٌ** : ئوت - چۆپ ، كەندىر.

اَلْحَشِيشُ الصِّينِيُّ: ئاق كەندىر.

حَشِيشَةٌ ج حَشَائِشُ: ئوت – خەس؛ كەندىر.

حَشِيشَةُ الْجَبَلِ: قىرىق قۇلاق.

حَشِيشَةُ الْبَحْرِ: دېڭىز ئوت – چۆپى.

حَشِيكَةٌ: ئارپا.

حَشِيمٌ ج حُشَمَاءُ: ھايالىق، ئارتىنچاق، نومۇسچان؛ سالاپەتلىك؛ قوشنا؛ مېھمان.

حَشِيَّةٌ ج حَشَايَا: پاختا – يۇڭ سېلىنغان تۆشەك.

حَشِيَّةٌ مِنْ قَشٍّ: ئوت – خەس تىقىلغان تۆشەك.

حَصَا يَحْصُ حَصْوًا: توستى، مەنئى قىلدى، چەكلىدى.

حَصَاةٌ: شېغىل، ئۇششاق تاش.

حَصَاةُ اللِّسَانِ: تىلىنىڭ راۋانلىقى.

حَصَاةٌ بَوْلِيَّةٌ: بۆرەكتىكى تاش، سۈيدۈك يولىدىكى تاش، دوۋساقتىكى تاش.

حَصَاةٌ صَفْرَاوِيَّةٌ: ئۆتتىكى تاش.

طَرْقُ الْحَصَاةِ. ضَرْبٌ بِالْحَصَاةِ: تاش بىلەن پال سالماق.

حَصَادٌ. حِصَادٌ: ھوسۇل يىغىش مەزگىلى.

«اَلْكِتَابُ فِي مُجْمَلِهِ حِصَادُ تَجَارِبَ قَيِّمَةٍ»: بۇ كىتاب ئومۇمەن ئېيتقاندا قىممەتلىك تەجرىبىلەرنىڭ مەھسۇلىدۇر.

«مَا حَصَادُ جُهْدِكَ هَذَا الْعَامِ»: بۇ يىللىق تىرىشچانلىقىڭنىڭ نەتىجىسى قانداق؟

«هَذِهِ الْمَسَاحَةُ الْوَاسِعَةُ مِنْ حُقُولِ الْقَمْحِ قَدْ تَمَّ حَصْدُهَا بِالْحَصَّادَةِ فِي خِلَالِ سَاعَةٍ وَاحِدَةٍ»: بۇ كەڭ كەتكەن بۇغدايلار كومبايىن بىلەن بىر سائەت ئەتراپىدا ئورۇلۇپ بولدى.

«أَدِّ زَكَاةَ حَصَادِكَ»: مەھسۇلاتىڭنىڭ زاكاتىنى ئادا قىلغىن!

«حَمَلَ عَلَى حَصَادٍ وَافِرٍ»: مول ھوسۇل ئالدى.

«فَرِحَ أَهْلُ الْقَرْيَةِ بِحَصَادِهِمِ الْوَافِرِ»: يېزا ئەھلى ئۆزلىرىنىڭ مول ھوسۇل ئالغانلىقىدىن خۇشال بولۇشتى.

حِصَارٌ: قامال قىلماق، مۇھاسىرە قىلماق.

حِصَارٌ عَسْكَرِيٌّ: ھەربىي قامال.

حَالَةُ الْحِصَارِ: مۇھاسىرە ھالىتى.

حِصَارٌ بَحْرِيٌّ: دېڭىزنى قامال قىلماق.

حِصَارٌ اِقْتِصَادِيٌّ: ئىقتىسادنى قامال قىلماق، ئىقتىسادىي قامال.

«ضَرَبَ حِصَارًا عَلَى الْمَدِينَةِ»: ئۇ شەھەرنى قورشىدى.

رَفْعُ الْحِصَارِ: قورشاۋنى بىكار قىلدى، مۇھاسىرىنى بىكار قىلدى.

اِخْتَرَقَ الْحِصَارَ: قورشاۋنى بۆسۈپ چىقتى.

ضَرَبَ حِصَارًا عَلَى الْمَدِينَةِ: شەھەرنى قورشىۋالدى.

حُصَاصٌ: قوتۇر؛ قاتتىق يۈگۈرمەك، قاتتىق چاپماق.

حَصَافَةٌ: ئەقىللىقلىق، ئۆتكۈر پىكىرلىك، دانالىق.

«عُرِفَ الرَّئِيسُ الرَّاحِلُ بِشُعُورِهِ الْوَطَنِيِّ وَ حَصَافَتِهِ السِّيَاسِيَّةِ»: ۋاپات بولغان رەئىس ئۆزىنىڭ ۋەتەنپەرۋەرلىك ھېسسىياتى ۋە سىياسىي دانالىقى بىلەن تونۇلىدى.

حُصَالَةٌ: خامانىدا ئېشىپ قالغان چار، بۇغداي دانلىرى.

حَصَانٌ ج حُصُنٌ وَ حَصَنَاتٌ: ئىپپەتلىك ئايال، پاك ئايال؛ گۆھەر.

حِصَانٌ ج أَحْصِنَةٌ وَ حُصُنٌ: ئايغىر.

حِصَانُ الْبَحْرِ: بېگەموت، سۇ ئېتى.

حِصَانٌ أَصِيلٌ: نەسىللىك ئات.

حِصَانٌ مَخْصِيٌّ: ئاختا ئات.

قُوَّةُ حِصَانٍ: ئات كۈچى.

حَصَانَةٌ: مۇستەھكەم، پۇختا؛ كېسەلگە قارشى كۈچ؛ دىيانەتلىك، پاكلىق، ئىپپەتلىك.

حَصَبَ يَحْصِبُ حَصْبًا: تاش ئاتتى.

حَصَبَ الْمَكَانَ: تاش ياتقۇزدى.

حَصِبَ يَحْصَبُ حَصَبًا الطِّفْلُ: بالىغا قىزىل چىقتى.

حَصَبٌ. حَصْبَاءُ: شېغىل، ئۇششاق تاش.

«إِنَّكُمْ وَمَا تَعْبُدُونَ مِنْ دُونِ اللّٰهِ حَصَبُ جَهَنَّمَ» ‹قرآن› : ھەقىقەتەن سىلەر ئاللاھنى قويۇپ ئىبادەت قىلغان نەرسەڭلەر بىلەن دوزاخقا يېقىلغۇ بولىسىلەر.

**حَصْبَةٌ** : قىزىل ، قىزىل كېسىلى.

**حَصْبَةٌ مَائِيَّةٌ** : يەل تاشما ، سوغۇق يەل ، سۇ چېچەك.

**حَصْحَصَ يُحَصْحِصُ حَصْحَصَةً الْحَقُّ** : ھەقىقەت ئايدىڭلاشتى.

«اَلْآنَ حَصْحَصَ الْحَقُّ» ‹قرآن› : ئەمدى ھەقىقى ئەھۋال ئايدىڭلاشتى.

**حَصَدَ يَحْصُدُ حَصْدًا وَ حَصَادًا الزَّرْعَ** : زىرائەتنى ئوردى ، زىرائەتنى يىغدى.

«فَمَا حَصَدْتُمْ فَذَرُوهُ فِي سُنْبُلِهِ إِلَّا قَلِيلًا مِمَّا تَأْكُلُونَ» ‹قرآن› : ئالغان ھوسۇلۇڭلاردىن يېيىش ئۈچۈن ئازغىنىسىنى خامان تەپكەندىن تاشقىرى، قالغىنىنى (مىتە چۈشۈپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن) باشىقى بىلەن قويۇڭلار.

**حَصَدَ فُلَانٌ** : پالانى ئۆلدى ، ھالاك بولدى.

«لَوْ زَرَعْتَ الشَّرَّ لَمْ تَحْصُدْ إِلَّا نَدَامَةً» : ئەگەر سەن يامان نەرسىنى تېرىساڭ ، پۇشايماندىن باشقا ھوسۇل ئالالمايسەن.

**حَصَدٌ ج حَصَائِدُ** : ئورۇلغان زىرائەت.

**حَصَرَ يَحْصُرُ و يَحْصِرُ حَصْرًا** : قورشىۋالدى ، ئورىۋالدى، مۇھاسىرىگە ئالدى.

**حَصَرَ الْبَحْثَ فِي** : بېكىتتى.

**حَصَرَ نَشَاطَهُ** : پائالىيىتىنى چەكلىدى.

**حَصَرَ الشَّيْءَ**: ساندى ، ھېسابىنى ئالدى.

**حَصَرَ الْكَلِمَةَ** : تىرناق ئىچىگە ئالدى.

**حَصَرَ الشَّيْءَ** : ساندى ، ھېسابات قىلدى ، ھېسابلىدى.

**حَصَرَ الْحَرِيقَ** : يانغىن قورشىۋالدى ، ئورىۋالدى.

**حَصَرَهُ** : ئۇنى قاماپ قويدى ، تۇتۇپ قالدى.

**حَصَرَهُ الْمَرَضُ أَوِ الْخَوْفُ** : كېسەل ياكى قورقۇنچ ئۇنى ئورىۋالدى.

**حَصِرَ يَحْصَرُ حَصْرًا** : كېكەچلەندى ، دۇدۇقلىدى : بېخىللىق قىلدى ، پىخسىقلىق قىلدى.

**حَصِرَ بِالسِّرِّ** : سىر ساقلىدى ، يوشۇردى.

**حَصِرَ الرَّجُلُ** : كىشىنىڭ يۈرىكى سىقىلدى، ئىچى پۇشتى.

**حَصْرٌ** : قورشىماق ، ئورىۋالماق ، مۇھاسىرە قىلماق.

**يَفُوقُ الْحَصْرَ** : ھەددىدىن ئوشۇق، ساناپ تۈگەتكىلى بولمايدىغان، ئېيتىپ تۈگەتكىلى بولمايدىغان، چەكسىز، چېكى يوق، ساناقسىز.

**لَا حَصْرَ لَهُ** : چەكسىز.

**لَا يَدْخُلُ تَحْتَ الْحَصْرِ** : چەكسىز.

**عَلَى سَبِيلِ الْمِثَالِ لَا الْحَصْرِ** : ئومۇمىيۈزلۈك ئەمەس ، پەقەت مىسال ئۈچۈنلا.

«هَذِهِ الْأُمُورُ لَا يُمْكِنُ حَصْرُهَا فِي مِثْلِ هَذَا الْمَقَامِ» : بۇنداق ئىشلارنى بۇنىڭغا ئوخشاش سورۇنلاردا چەكلەش مۇمكىن ئەمەس.

**حُصْرٌ ج حُصُرٌ** : قەۋزىيەت ، ئىچى قېتىپ قېلىش.

**حَضْرَمَ يُحَضْرِمُ حَضْرَمَةً الْقَوْسَ** : ئوقيانىڭ كامالىكىنى چىڭىتتى.

**حَضْرَمَ الْحَبْلَ** : ئارغامچىسىنى ئەشتى ، چىڭ ئەشتى.

**حَضْرَمَ الْقِرْبَةَ** : تۇلۇمنى توشقۇزدى.

**حَضْرَمَ الْقَلَمَ** : قەلەمنى ئۇشلىدى.

**حَضْرَمَ الثَّمَرُ** : مېۋە پىشمىدى.

**حِصْرِمٌ ج حُصْرُمٌ** : غورا ، غوراب.

**حَصَّ يَحُصُّ حَصًّا مِنَ الْمَالِ** : مالدىن بىر ئۈلۈش بەردى.

**حَصَّ الشَّعْرَ** : چاچنى چۈشۈردى.

**حَصَّ الصَّقِيعُ النَّبْتَ** : قىراۋ ئۆسۈملۈكنى ۋەيران قىلدى.

**حَصَّادَةٌ** : ئورغاق ، چالغا ، ئورۇش ماشىنىسى.

**حَصَّادَةٌ دَرَّاسَةٌ** : يىغىش ماشىنىسى ، كومبايىن.

**حَصَّالَةُ النُّقُودِ ج حَصَّالَاتٌ** : قورامساق ساندۇقى ، توپلىغان بايلىقىنى قاچىلايدىغان ساندۇق.

**حَصَّبَ يُحَصِّبُ تَحْصِيبًا الشَّخْصَ** : قىزىل

چىقتى.

**حَصَّبَ الْمَكَانَ:** مەلۇم جايغا شېغىل يېيىنتتى.

**حَصَّبَ بِاللَّعَنَاتِ:** قارغىدى ، لەنەت ياغدۇردى.

**حِصَّةٌ ج حِصَصٌ :** ئۈلۈش ، نېسىۋە ، ھەسسە ، پاي.

**حِصَّةٌ نِسْبِيَّةٌ:** بەلگىلەنگەن سانى ، بەلگىلەنگەن نورما ؛ چەك ، چېكى.

**حِصَّةُ الْأَسَدِ:** تۆلكە تەقسىماتى ، چوڭ ئۈلۈش.

**حِصَّةٌ مَالِيَّةٌ:** پىرسەنت ؛ ئۈق ( مىراستا ) ؛ پاي ئۆسۈمى ، ئۆسۈم.

**حِصَّةٌ دِرَاسِيَّةٌ:** دەرس سائىتى.

**«أَخَذَ حِصَّتَهُ مِنْ أَمْلَاكِ أَبِيهِ بَعْدَ وَفَاتِهِ»:** ئۇ دادىسى ۋاپات بولغاندىن كېيىن دادىسىنىڭ مال-مۈلۈكلىرىدىن ئۆزىنىڭ نېسىۋىسىنى ئالدى.

**«لِكُلِّ حِصَّةٍ دِرَاسِيَّةٍ خَمْسُونَ دَقِيقَةً»:** بىر قېتىملىق دەرس 50 مىنۇت بولىدۇ.

**«يُوجَدُ ثَلَاثُ حِصَصٍ صَبَاحِيَّةٍ»:** چۈشتىن بۇرۇن 3 سائەتلىك دەرس بار.

**حَصَّصَ يُحَصِّصُ تَحْصِيصًا:** ھەسسىلەرگە بۆلدى.

**حَصَّلَ يُحَصِّلُ تَحْصِيلًا:** ھاسىل قىلدى ، ئېرىشتى ؛ خۇلاسىلىدى.

**حَصَّنَ يُحَصِّنُ تَحْصِينًا الْمَكَانَ:** جايغا توساق قورناتتى، مۇداپىئە قورناتتى ، پۇختىلىدى.

**حَصَّنَهُ مِنَ الْمَرَضِ :** كېسەلنىڭ ئالدىنى ئالدى.

**حَصَّى يُحَصِّي تَحْصِيَةً:** قوغدىدى، ساقلاپ قالدى، ھامى بولدى.

**حَصُفَ يَحْصُفُ حَصَافَةً :** توغرا پىكىرلىك بولدى ، توغرا مۇلاھىزىلىك بولدى ، پىكرى ئوچۇق بولدى.

**حَصَفَ يَحْصُفُ حَصَفًا :** يىراقلاشتۇردى ، نېرى قىلىۋەتتى.

**حَصَفٌ :** ئىسسىقلىق.

**حَصِيفٌ :** چوڭقۇر پىكىرلىك ، ئەقىللىق ، زېرەك.

**حَصَلَ يَحْصُلُ حُصُولًا الشَّيْءُ:** پەيدا بولدى ، ھاسىل بولدى ، يۈز بەردى ؛ ئېشىپ قالدى ، قېپقالدى.

**«حَصَلَ عَلَى أَعْلَى شَهَادَةٍ فِي مَجَالِ تَخَصُّصِهِ»:** ئۆز كەسپى ساھەسىدە ئەڭ يۇقىرى دىپلومغا ئېرىشتى.

**حَصَلَ عَلَى الشَّيْءِ:** ئېرىشتى ، ئىگە بولدى.

**«حَصَلَ عَلَى مَعْلُومَاتٍ هَامَّةٍ»:** ئۇ مۇھىم مەلۇماتلارغا ئېرىشتى.

**حَصَلَ عَلَى الدَّيْنِ:** قەرزنى قايتۇردى.

**حَصَلَ عَلَى الْمَالِ:** مال توپلىدى، مالغا ئېرىشتى.

**حَصَلَ لَهُ كَذَا:** يولۇقتى ، دۇچ كەلدى.

**حَصِلَ يَحْصَلُ حَصَلًا الْفَرَسُ:** ئات ئوت - چۆپنىڭ توپىسىنى يەۋېلىپ قورسىقى ئاغرىدى.

**حَصِلَتِ الدَّابَّةُ :** ئۇلاغ زىيانلىق نەرسە يەۋېلىپ ئاغرىپ قالدى ؛ توپا يېدى ، تاش يېدى.

**حَصُنَ يَحْصُنُ حَصَانَةً الْمَكَانُ:** جاي مۇستەھكەم بولدى ، جاي پۇختا بولدى.

**حَصُنَتِ الْمَرْأَةُ :** ئايال ئىپپەتلىك بولدى ، پاك بولدى ، نومۇسىنى ساقلىدى؛ تۇرمۇش قۇردى.

**حِصْنٌ ج حُصُونٌ وَ أَحْصَانٌ وَ حِصْنَةٌ:** قورغان ، ئىستىھكام ، قەلئە.

**حِصْنٌ حَصِينٌ :** پۇختا قورغان.

**حُصُولٌ :** پەيدا بولماق ؛ يۈز بەرمەك ، تۇغۇلماق ، ئۇچرىماق.

**حَصَوِيٌّ:** تاشقا ئائىت ، تاشقا مەنسۇپ.

**نَهْرٌ حَصَوِيٌّ:** شېغىللىق دەريا ، شېغىللىق ئۆستەڭ.

**حَصَى يَحْصِي حَصْيًا:** تاش ئاتتى ، تاش بىلەن ئۇردى.

**حَصِيَ يَحْصَى حَصْيًا الْأَرْضُ:** زېمىن شېغىللىق بولدى، زېمىن تاشلىق بولدى.

**حُصِيَ :** چالما ـ كېسەك قىلىندى.

**حَصًى. حَصَاةٌ ج حَصَيَاتٌ:** شېغىل ، ئۇششاق تاش.

**طَرْقُ الْحَصَى. ضَرْبُ الْحَصَى:** رەمل باقماق.

**حَصِيدٌ ج حَصَائِدُ :** ھوسۇل ، زىرائەت.

**حَصِيدَةٌ ج حَصَائِدُ:** ئېڭىز.

**حَصِيرٌ ج حُصُرٌ و أَحْصِرَةٌ:** بورا ، زىندان؛

مەھبۇس؛ بورا؛ بېخىل؛ ئىچى تار.

**حَصِيرَةٌ** : بورا ، پاخال ؛ ئاياغ چوتكىسى.

**حَصِيرَةُ الشُّبَّاكِ ج حَصَائِرُ** : بامبۇك پەردە.

**مَكْتَبٌ بِالْحَصِيرَةِ** : قاتلىنغىلى بولىدىغان يېزىق ئۈستىلى.

**حَصِيفٌ ج حُصَفَاءُ** : ئەقىللىق ، زىرەك، پۇختا.

**رَأْيٌ حَصِيفٌ** : دانا پىكىر.

**حَصِيلَةٌ ج حَصَائِلُ** : جۇغلانما ، يىغىندا قالدۇق ، توپلانما؛ نەتىجە.

**«إِنَّ كِتَابَ مُلُوكِ الْعَرَبِ هُوَ حَصِيلَةُ رِحْلَةِ الْمُؤَلِّفِ إِلَى الْجَزِيْرَةِ الْعَرَبِيَّةِ حَيْثُ قَضَى أَكْثَرَ مِنْ سَنَةٍ»** : «ئەرەب پادىشاھلىرى» دېگەن كىتاب ئاپتورنىڭ ئەرەب يېرىم ئارىلىنى بىر يىلدىن ئارتۇقراق ئايلانغانلىقىنىڭ نەتىجىسىدۇر.

**حَصِيلَةُ الْمَالِ**: كىرىم ، دارامەت.

**حَصِينٌ** : كۈچلۈك ، مۇستەھكەم ، پۇختا.

**مَلْجَأٌ حَصِيْنٌ**: پۇختا پاناھگاھ، مۇستەھكەم، پاناھ جاي.

**حُصَيْنٌ** : كىچىك پوتەي ، قەلئە ، قورغان.

**أَبُو الْحُصَيْنِ** : تۈلكە.

**حَصِيٌّ** : تاش كۆپ جاي ، شېغىللىق يەر.

**حَضَارَةٌ** : مەدەنىيەت ؛ شەھەر ؛ كەلمەك ، ھازىر بولماق ، قاتناشماق.

**حَضَارِيٌّ** : مەدەنىيەتكە مەنسۇپ ، مەدەنىي.

**حَضَارِيًّا** : مەدەنىيەت جەھەتتىن.

**«كَانَتْ بَغْدَادُ مَرْكَزًا حَضَارِيًّا مَشْهُورًا فِي الْقُرُونِ الْوُسْطَى»** : باغداد ئوتتۇرا ئەسىرلەردە مەشھۇر مەدەنىيەت مەركىزى بولغانىدى.

**حَيَاةٌ حَضَارِيَّةٌ** : شەھەر تۇرمۇشى ، شەھەر ھاياتى.

**مِنْطَقَةٌ حَضَارِيَّةٌ** : شەھەر رايونى.

**حِضَانَةٌ**: باقماق ، تەربىيىلىمەك ، پەرۋىش قىلماق، ئۆستۈرمەك.

**حِضَانَةُ الْبَيْضِ** : تۇخۇم باستۇرماق.

**دَارُ الْحِضَانَةِ** : يەسلى ، باللار باغچىسى.

**«إِنَّ دُخُولَ الْأَطْفَالِ إِلَى دارِالْحِضَانَةِ يُخَفِّفُ مِنْ مَتَاعِبِ أَوْلِيَائِهِمْ»** : باللارنىڭ يەسلىگە كىرىشى ئۇلارنىڭ ئاتا ـ ئانىلىرىنىڭ جاپاسىنى يېنىكلىتىدۇ.

**حَضَرَ يَحْضُرُ حَضَارَةُ الْبَدَوِيُّ** : سەھرالىق شەھەرلەشتى ، سەھرالىق شەھەردە تۇردى.

**حَضَرَيَحْضُرُحُضُورًاالْمَجْلِسَ** : يىغىنغا قاتناشتى.

**حَضَرَهُ الْمَوتُ** : سەكراتقا چۈشتى.

**حَضَرَ الشَّخْصُ** : كەلدى ، ھازىر بولدى.

**حَضَرَ الْإِجْتِمَاعَ** : يىغىنغا قاتناشتى.

**حَضَرَ الطَّالِبُ** : ئوقۇغۇچى دەرس تەييارلىدى.

**«هَلْ يُمْكِنُ أَنْ تَحْضُرَ صَبَاحَ الْغَدِ»** : ئەتە ئەتىگەندە كېلىشىڭگە بولامدۇ.

**حَضَرَوحَضِرَيَحْضُرُويَحْضَرُحُضُورًاالْمَجْلِسَ**: يىغىنغا قاتناشتى.

**حَضَرَتِ الصَّلَاةُ**: ناماز ۋاقتى كىردى.

**حَضَرَ الْكِتَابُ**: كىتاب ھازىر بولدى.

**حَضَرَ عَنْهُ**: ئۇنىڭ ئورنىغا كەلدى.

**حَضَرَ الشَّخْصُ**: كەلدى ، ھازىر بولدى.

**«كَانَ الْوَزِيرُ قَدْ حَضَرَ الْجَلْسَةَ الْخِتَامِيَّةَ لِلْمُؤْتَمَرِ»** : مىنىستىر قۇرۇلتاينىڭ يېپىلىش مۇراسىمىغا قاتناشتى.

**حَضَرٌ**: مەدەنىيەت ، شەھەر ھاياتى.

**«فَسَدَ كَلَامُ الْحَضَرِ بِالْإِخْتِلَاطِ بَيْنَمَا ظَلَّ الْبَدْوُ مُحَافِظِيْنَ عَلَى لُغَتِهِمْ»** : باشقىلارغا ئارىلىشىش بىلەن شەھەرلىكلەرنىڭ تىلى بۇزۇلدى، كۆچمەن ـ چارۋىچىلار ئۆز تىلىنىڭ ساپلىقىنى ساقلاپ قالدى.

**حَضَرَةٌ ج حُضُورٌ** : كەلمەك ، ھازىر بولماق ، قاتناشماق.

**«حُدِّدَ لِلسَّفِيْرِ الْجَدِيْدِ مَوْعِدُ الْمُثُولِ فِي حَضْرَةِ الْمَلِكِ لِتَقْدِيمِ أَوْرَاقِ إِعْتِمَادِهِ»** : يېڭى كونسۇلغا دۆلەت خېتى تاپشۇرۇش ئۈچۈن پادىشاھنىڭ ھوزۇرىدا بولۇش ۋاقتى بەلگىلەپ بېرىلدى.

**حَضْرَةُ الْإِجْتِمَاعِ** : يىغىنغا قاتناشماق.

**حَضْرَةٌ ج حَضَرَاتٌ**: جانابىي ، ئالىي ، ھەزرەت ؛ خانىم؛ ئەپەندىم.

**فِي حَضْرَةِ فُلَانٍ** : پالانىنىڭ ئالدىدا ، پالانىنىڭ ھوزۇرىدا.

**حَضْرَةُ الْأُسْتَاذِ** : ئۇستاز جانابلىرى.

**كُنْتُ بِحَضْرَةِ الدَّارِ** : مەن ھويلىنىڭ يېنىدا ئىدىم.

**حَضْرَتُكُمْ** : ئالىيلىرى ، جانابلىرى، ھەزرەتلىرى.

**حَضْرَةُ صَاحِبِ فَخَامَةِ الرَّئِيسِ** : زۇڭتۇڭ ئالىيلىرى، رەئىس جانابلىرى.

**حَضَرَاتُ السَّادَةِ وَ السَّيِّدَاتِ** : جانابىي ئەپەندىلەر ، خانىملار ، ھۆرمەتلىك ئەپەندىلەر، خانىملار.

**حَضَرِيٌّ** : مەدەنىيەتلىك ، شەھەرلىك.

**مَطَالِبُ حَضَرِيَّةٌ** : مەدەنىيەت مەسىلىسى.

**حَضَّ يَحُضُّ حَضًّا عَلَى كَذَا** : قىزىقتۇردى ، تەرغىب قىلدى ، ئىلھاملاندۇردى ، قوزغىدى.

**«وَلَا يَحُضُّ عَلَى طَعَامِ الْمِسْكِينِ»** (قرآن) : مىسكىنگە تاماق بېرىشنى تەرغىب قىلمايتتى.

**«كَانَ الْعُلَمَاءُ يَحُضُّونَ النَّاسَ عَلَى التَّمَسُّكِ بِالْكِتَابِ وَ السُّنَّةِ»** : ئۆلىمالار كىشىلەرنى قۇرئان ۋە سۈننەتنى چىڭ تۇتۇشقا رىغبەتلەندۈرەتتى.

**حَضَّرَ يُحَضِّرُ تَحْضِيرًا**: تەييارلىدى ، راسلىدى.

**«حَضَّرَ الصَّيْدَلِيُّ الدَّوَاءَ»** : دورىگەر دورا تەييارلىدى.

**«حَضَّرَ الطَّالِبُ دَرْسَهُ»** : ئوقۇغۇچى دەرسكە تەييارلىق قىلدى.

**حَضَّضَ يُحَضِّضُ تَحْضِيضًا عَلَى كَذَا** : قىزىقتۇردى، تەرغىب قىلدى، ئىلھاملاندۇردى، قوزغىدى.

**حَضَنَ يَحْضُنُ حَضْنًا الْوَلَدَ** : بالىنى قۇچاقلىدى، باغرىغا باستى، قۇچىقىغا ئالدى، تەربىيىلىدى.

**حَضَنَ الطَّيْرُ بَيْضَةً** : تۇخۇم باستى.

**أُمُّكَ تَحْضُنُكَ بَاسِمَةً** : ئاناڭ سېنى كۈلۈپ تۇرۇپ باغرىغا باسماقتا.

**حِضْنٌ ج أَحْضَانٌ وَ حُضُونٌ** : كۆكرەك ، قويۇن ، قۇچاق ، مەيدە ، كۆكسى ، باغرى ؛ ئەتراپ ، يان؛ تاغ تۈۋى؛ قۇش ئۇۋىسى؛ قوتان ، ئېغىل.

**«صَنَعَ الطَّائِرُ عُشًّا فِي حِضْنِ الْجَبَلِ»** : قۇش تاغ باغرىغا ئۇۋا ياسىدى.

**حِضْنُ الْوَطَنِ** : ۋەتەن قوينى.

**«عَادَ إِلَى أَحْضَانِ الْوَطَنِ الْأُمِّ»** : ئۇ ئانا ۋەتەن قوينىغا قايتىپ كەلدى.

**حَضْنَةٌ** : قورۇلغان تۇخۇم.

**حُضُورٌ** : كەلمەك ، ھازىر بولماق ، قاتناشماق.

**بِحُضُورِ فُلَانٍ** : پالانىنىڭ ئالدىدا ، پالانىنىڭ ھوزۇرىدا.

**وَرَقَةُ حُضُورٍ** : چاقىرىق قەغىزى.

**حُضُورِيٌّ** : نەق مەيدان.

**حُكْمٌ حُضُورِيٌّ** : نەق مەيداندا سوتلانماق.

**حَكَمَ حُضُورِيًّا** : نەق مەيداندا سوتلاندى.

**اَلْحَضَوْضَى**: ئوت ( يېنىۋاتقان ) ؛ يىراقلىق.

**حَضِيضٌ ج أَحِضَّةٌ وَ حُضُضٌ** : تېگى ، ئاساسى، نېگىزى ، ئۇلى ، ئاستى قىسمى ؛ چېگرا ، چەت ، ياقا.

**بَلَغَ الْحَضِيضَ** : ئەڭ تۆۋەن نۇقتىغا يەتتى.

**«كَانَتْ رُوحُهُ الْمَعْنَوِيَّةُ فِي الْحَضِيضِ»** : ئۇنىڭ مەنىۋى روھى تۆۋەن ئىدى، ئۇ چۈشكۈنلىشىپ كەتتى.

**حَطَّاطٌ** : كۆپۈك ، كالا سۈتىنىڭ كۆپۈكى؛ دانە خورەك (يۈزدىكى).

**حُطَاطٌ**: سېسىق پۇراق، بەد بۇي.

**حُطَامٌ**: قالدۇق ، تاشلاندۇق ، پارچە – پۇرات.

**حُطَامٌ مِنَ النَّبَاتِ**: قۇرۇق ئوت – چۆپ.

**حُطَامُ الطَّائِرَةِ** : ئايروپىلان قالدۇقلىرى.

**حُطَامُ الدُّنْيَا** : مال – دۇنيا ، دۇنيانىڭ پايدىلىنىدىغان نەرسىلىرى.

**«ثُمَّ يَهِيجُ فَتَرَاهُ مُصْفَرًّا ثُمَّ يَجْعَلُهُ حُطَامًا»** (قرآن) : ئاندىن ئۇ قۇرۇيدۇ ، ئۇنىڭ سارغىيىپ كەتكەنلىكىنى كۆرىسەن ، ئاندىن ئال

ئۇنى شاخ ـ شۇمبىغا ئايلاندۇردۇ.

**حَطَبَ يَحْطِبُ حَطْبًا** : ئوتۇن يىغدى ، ئوتۇن تەردى.

**حَطَبٌ ج أَحْطَابٌ**: ئوتۇن ، يېقىلغۇ.

**حَطَبٌ لِلْحَرْبِ** : زەمبىرەك يېمى ، توپ يېمى.

**زَادَ النَّارَ حَطَبًا** : ئوت قۇيرۇقلۇق قىلدى ، ئىغۋا توقىدى ، پىتنە ـ پاسات تېرىدى.

**حَطَّ يَحُطُّ حَطًّا** : قويۇۋەتتى ؛ چۈشۈردى ؛ تۆۋەنلەتتى.

**«حَطَّتْ بِنَا الطَّائِرَةُ»** : ئايروپىلان بىزنى ئېلىپ يەرگە چۈشتى.

**«حَطَّ الصُّنْدُوقَ عَلَى الرَّصِيْفِ»** : ئۇ ساندۇقنى ئاسفالت يولغا چۈشۈردى ( قويدى ).

**حَطَّ الْحَمْلَ** : يۈك چۈشۈردى.

**حَطَّ عَنْهُ** : يۈك چۈشۈردى، ئېلىپ تاشلىدى.

**حَطَّ الطَّائِرُ عَلَى الْغُصْنِ** : قۇش شاخقا قوندى.

**حَطَّ الرِّحَالَ** : تۈردى ، ئورۇنلاشتى.

**حَطَّ مِنْ قُوَاهُ** : ئاجىزلاشتى.

**حَطَّ مِنْ قَدْرِهِ** : ئۇنىڭ قەدىر ـ قىممىتىنى چۈشۈردى.

**حَطَّ مِنْ قِيْمَتِهِ** : ئۇنىڭ باھاسىنى چۈشۈردى.

**حَطَّ وِزْرَهُ** : ئۇنىڭ گۇناھىنى يوققا چىقاردى.

**حَطَّابٌ** : ئوتۇنچى ، ئوتۇن ساتقۇچى.

**حَطَّامٌ** : شىر.

**حِطَّةٌ** : كەمسىتمەك ، كۆزگە ئىلماسلىق ؛ ئاھانەت قىلماق ، ھاقارەت قىلماق ؛ مەغپىرەت تەلەپ قىلماق.

**حِطَّةٌ فِي الْمَقَامِ** : دەرىجىسى چۈشۈپ كېتىش ، ئەملى تۆۋەنلەپ كېتىش.

**«وَادْخُلُوا الْبَابَ سُجَّدًا وَقُولُوا حِطَّةٌ نَغْفِرْ لَكُمْ خَطَايَاكُمْ»** «قۇرئان»: دەرۋازىدىن سەجدە قىلغان ھالدا كىرىڭلار ، گۇناھلىرىمىزنى كەچۈرگىن دەڭلار، گۇناھىڭلارنى مەغپىرەت قىلىمىز.

**حَطَّمَ يُحَطِّمُ تَحْطِيْمًا** : سۇندۇردى، پاچاقلىدى.

**حَطَّمَ الْقُيُودَ** : ئەركىنلىككە ئېرىشتى.

**حَطَّمَ مُسْتَقْبَلَهُ**: ئىستىقبالىنى يوقاتتى.

**«حَطَّمَهُ الْكِبَرُ»** : قېرىلىق ئۇنى موجمۇەتتى ، قېرىلىق ئۇنى كاردىن چىقاردى.

**«اَلْمُوَاصَلاَتُ حَطَّمَتِ الْحَوَاجِزَ الَّتِي تُفَصِّلُ بَيْنَ الْأُمَمِ وَالشُّعُوبِ»** : قاتناش ئالاقىسى مىللەتلەر ۋە خەلقلەر ئوتتۇرىسىدىكى توسالغۇلارنى بۇزۇپ تاشلىدى.

**حَطَمَ يَحْطِمُ حَطْمًا الشَّيْءَ**: سۇندۇردى، پاچاقلىدى.

**حُطَمَةٌ** : كۆچلۈك ئوت ، جەھەننەم ، دەھشەتلىك ئوت.

**«كَلاَّ لَيُنْبَذَنَّ فِي الْحُطَمَةِ وَمَا أَدْرَاكَ مَا الْحُطَمَةُ»** «قۇرئان» : ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، ئۇ چوقۇم ھۆتەمەگە تاشلىنىدۇ. ھۆتەمەنىڭ نېمىلىكىنى قانداق بىلەلەيسەن؟

**حِطْمَةٌ** : پارچە ـ پۇرات ، پارچە نەرسە.

**حِطْمَةُ الدُّنْيَا**: مال ـ دۇنيا.

**حَطُوطٌ** : تۆپىلىك ، ئېگىزلىك؛ تېز ماڭىدىغان ئېسىل تۆگە.

**حَطُومٌ** : شىر ؛ قاتتىق شامال ، بوران.

**حَطِيبٌ**: ئوتۇنى كۆپ جاي ، ئوتانلىق جاي.

**حَطِيْطٌ** : پاكىنەك پاپا.

**حَطِيْطَةٌ ج حَطَائِطُ**: كېمەيتىپ بېرىلگەن باھا.

**اَلْحَطِيمُ**: كەئبىنىڭ سىرتىدىكى قورۇق.

**حَظَا يَحْظُو حَظْوًا**: ئاستا ماڭدى.

**حِظَارٌ** : توسىماق، چەكلىمەك؛ قوتان؛ تام ، باغنىڭ ئېتاتە تېمى ، توساق.

**حَظَبَ وَ حَظِبَ يَحْظَبُ وَ يَحْظِبُ حَظْبًا الْإِنَاءُ** : قاچا توشۇپ كەتتى.

**حَظَبَ الرَّجُلَ** : كىشى سەمرىپ كەتتى.

**حَظِبٌ** : يوغان قورساق ، پاكىنەك.

**حَظَرَ يَحْظُرُ حَظْرًا** : توستى ، چەكلىدى ، قامال قىلدى ، مەنئى قىلدى.

**«حَظَرَتِ الْحُكُومَةُ عَلَى الْجَيْشِ أَنْ يَشْتَرِكَ فِي النَّشَاطِ الْحِزْبِيِّ»** : ھۆكۈمەت ئارمىيىسىنى پارتىيە پائالىيەتلىرىگە قاتنىشىشنى مەنئى

قىلدى.

**حَظَرَ التَّعَامُلَ** : پورتنى تاقىۋەتتى.

**حَظَرَ الْمَوَاشِيَ** : چارۋىنى ئېغىلغا سولىدى ، ئۇلاغلارنى ئېغىلغا سولىدى.

**حَظَرَ عَلَيْهِ الْقِمَارَ** : ئۇنىڭ قىمار ئويىنىشىنى چەكلىدى.

**حَظْرٌ** : توسۇماق ، ياندۇرماق ، چەكلىمەك ، مەنئى قىلماق.

**حَظْرٌ عَلَى الْوَارِدَاتِ** : ئىمپورت قىلىشنى چەكلەمەك.

**اَلْحَظْرُ الْبَحْرِيُّ** : دېڭىزنى قامال قىلىش.

**حَظْرُ التَّجَوُّلِ** : جىددىي ھالەت ئېلان قىلىش.

**رَفْعُ الْحَظْرِ** : قامالنى بىكار قىلىش.

**حَظَّ يَحَظُّ حَظًّا** : تەلەيلىك بولدى ، نېسىۋىلىك بولدى ، تەلىيى كەلدى.

**حَظٌّ ج حُظُوظٌ وَ حِظَاظٌ وَ أَحُظٌّ** : بەخت ، تەلەي ، ئامەت ، نېسىۋە ؛ خۇشاللىق.

**«فَسَّرَ مُحَاوِلَاتِهِ الْفَاشِلَةَبِأَنَّهَا مِنْ سُوءِالْحَظِّ»** : ئۆزىنىڭ مەغلۇپ بولغان ئۇرۇنۇشلىرىنى تەلەيى كاجلىقتىن بولغان دەپ چۈشەندۈردى.

**«لِلذَّكَرِ مِثْلُ حَظِّ الْأُنْثَيَيْنِ» (قرآن)** : بىر ئەرگە ئىككى ئايالنىڭ ھەسسىسى تېگىدۇ.

**حَظٌّ غَيْرُ مُنْتَظَرٍ** : كۈتۈلمىگەن تەلەي ، كۈتۈلمىگەن بەخت.

**لِحُسْنِ الْحَظِّ** : بەختى تەلىيىدىن ، تەلىيى ئوڭدىن كەلگەنلىكتىن.

**سَيِّئُ الْحَظِّ** : بەتتەلەي، شور پېشانە، دومىلە.

**كَانَ الْحَظُّ حَلِيفَهُ** : بەخت يار بولغان.

**«لَا حَظَّ لَهُ مِنْ عِلْمٍ»** : ھېچنەرسە بىلمەيدۇ.

**أَسْعَفَهُ الْحَظُّ** : تەلەيلىك ، ئامىتى كەلگەن.

**حُسْنُ الْحَظِّ** : تەلەيلىك.

**«كَانَ مِنْ حُسْنِ حَظِّهِ أَنَّ الْحَرْبَ اِنْتَهَتْ قَبْلَ مَوْعِدِ الْتِحَاقِهِ بِالْجَيْشِ»** : ئۇنىڭ تەلىيى ئوڭ كەلگەنلىكتىن ، ئۇ ئارمىيىگە كىرگەن ۋاقىتتىن بۇرۇن ئۇرۇش ئاخىرلاشقان.

**جَرَّبَ حَظَّهُ** : تەلىيىنى سىنىدى.

**مِنْ سُوءِ حَظِّهِ** : تەلەيسىزلىكتىن ، نەس باسقانلىقتىن ، شۇم پېشانىلىكتىن.

**حَظَّرَ يُحَظِّرُ تَحْظِيرًا** : قاتتىق چەكلىدى ، قاتتىق مەنئى قىلدى.

**«حَظَّرَتِ الْحُكُومَةُ الْإِجْتِمَاعَاتِ الْعَامَّةَ وَالْمُظَاهَرَاتِ»** : ھۆكۈمەت ئاممىۋى يىغىلىش ۋە نامايىشلارنى قاتتىق چەكلىدى.

**حَظِيٌّ** : بەختلىك ، تەلەيلىك.

**حَظَلَ يَحْظُلُ يَحْظِلُ حَظْلًا وَحِظْلَانًا وَ حَظَلَانًا عَلَيْهِ** : توستى، چەكلىدى.

**حِظْوَةٌ. حُظْوَةٌ** : ئورۇن ، مەرتىۋە ؛ ئىلتىپات، نېسىۋە ؛ شان ـ شەرەپ ، شۆھرەت.

**نَالَ حُظْوَةً عِنْدَهُ** : ئىلتىپاتقا ئېرىشتى.

**حَظِيَ يَحْظَى حُظْوَةً وَ حِظْوَةً عِنْدَ النَّاسِ** : شەنى ئۇلۇغ بولدى ؛ كىشىلەرنىڭ ياقتۇرۇشىغا ئېرىشتى ؛ نېسىۋىدار بولدى.

**حَظِيَ بِتَأْيِيدِهِ** : ئۇنىڭ قوللىشىغا ئېرىشتى.

**حَظِيَ بِالْحُضُورِ** : قاتنىشىشقا مۇيەسسەر بولدى.

**حَظِيَ بِمُقَابَلَتِهِ** : ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشۈشكە مۇيەسسەر بولدى.

**«لَمْ يَحْظَ هَذَا الْمَوْضُوعُ بِدِرَاسَةٍ شَامِلَةٍ»** : بۇ تېما كەڭ دائىرىدە تەتقىق قىلىنىشقا مۇيەسسەر بولالمىدى.

**«كُلُّ قَرَارٍ لَا يَحْظَى بِتَأْيِيدِ الشَّعْبِ مَصِيرُهُ الْفَشَلُ»** : خەلقنىڭ قوللىشىغا ئېرىشەلمىگەن ھەرقانداق قارار مەغلۇپ بولىدۇ.

**«حُظِيَ الطَّلَبَةُ الْجُدُدُ بِعِنَايَةِالْمَعْهَدِالدَّقِيقَةِ»** : يېڭى ئوقۇغۇچىلار ئىنىستىتۇتنىڭ ناھايىتى كۆڭۈل بۆلۈشىگە ئېرىشتى.

**حَظِيرَةٌ ج حَظَائِرُ** : قورۇق تام ، قاشا ، ئېھاتە ؛ ئېغىل ، قوتان.

**حَظِيرَةُ الْبَهَائِمِ** : قوتان ، ئېغىل.

**حَظِيرَةُ الْغَنَمِ** : قوي قوتىنى.

**حَظِيرَةُ الْقُدْسِ** : جەننەت.

**«لَايَلِجُ حَظِيرَةَ الْقُدْسِ مُدْمِنُخَمْرٍ» (حديث)** : دائىم ھاراق ئىچكۈچى جەننەتكە كىرمەيدۇ.

**حَظِيرَةُ الْمُنْطَادِ** : ئۇچار كېمە.

**«أَغْلِقْ بَوَّابَةَ الْحَظِيْرَةِ حَتَّى لَاتَخْرُجَ الْأَغْنَامُ»** : قوتاننىڭ ئىشىكىنى ئېتىۋەت ، قويلار چىقىپ كەتمىسۇن.

**حَظِيظٌ** : بەختلىك ، تەلەيلىك.

**حَظِيَّةٌ ج حَظِيَّاتٌ** : كېنىزەك ، قول ئايال؛ توقال، كىچىك خوتۇن.

**حَفَا يَحْفُو حَفْوًا هُ وَ بِهِ** : بەردى ؛ ھۆرمەتلىدى ؛ رەت قىلدى ؛ توستى.

**حِفَاظٌ** : ساقلىماق ؛ جەڭلەردە ئۆزىنىڭ مەھرەملىرىنى قوغدىماق ؛ ۋەدىگە ۋاپا قىلماق.

**«إِنَّ الْحِفَاظَ عَلَى النَّظَافَةِ عَادَةٌ مِنَ الْعَادَاتِ الصَّالِحَةِ»** : تازىلىقنى رىئايە قىلىش ياخشى ئادەت.

**حِفَاقٌ ج أَحِقَّةٌ** : تەرەپ ، يان ، گىرۋەك ، يان تەرەپ.

**حَفَاوَةٌ** : قارشى ئالماق ، قىزغىن كۈتۈۋالماق.

**«اِسْتَقْبَلَهُ بِحَفَاوَةٍ وَتَرْحِيْبٍ»** : ئۇ ئۇنى قىزغىن ۋە خۇشال كۈتۈۋالدى.

**حَفَدَ يَحْفِدُ حَفْدًا الشَّخْصَ** : خىزمىتىنى قىلدى ، ھەمكارلاشتى ، ياردەملەشتى.

**حَفَرَ يَحْفِرُ حَفْرًا عَنِ الشَّيْءِ** : ئاختۇردى؛ ئىزدەندى.

**حَفَرَ طَرِيْقَةً** : يول ئاچتى.

**حَفَرَ عَنِ الْكَنْزِ** : خەزىنىنى ئاختۇردى.

**«حَفَرَ الْجُنُودُ الْخَنَادِقَ»** : خەندەك كولىدى ، خەندەك قازدى.

**حَفَرَ بِئْرًا** : قۇدۇق قازدى.

**حَفَرَ نَقْبًا** : تۆشۈك ئاچتى ، بۇرغىلىدى.

**«مَنْ حَفَرَ حُفْرَةً وَقَعَ فِيْهَا»** : ئورىنى كىم كولىسا ، ئۇنىڭغا ئۆزى چۈشىدۇ.

**حَفَرَ يَحْفِرُ حَفْرًا و حَفِرَ يَحْفَرُ حَفَرًا** : چىشنىڭ يىلتىزى چىرىدى.

**حَفْرٌ ج أَحْفَارٌ وَ أَحَافِرُ** : قۇدۇق ؛ ئويما بەت ؛ نەقىش.

**حَفْرُ الْأَسْنَانِ** : قۇرت يېگەن چىش ، چىرىگەن چىش.

**حُفْرَةٌ ج حُفَرٌ** : ئورا ، ئازگال ، ئورەك ، گوداڭ ؛ قەبرە ، كۆلچەك.

**«وَكُنْتُمْ عَلَى شَفَا حُفْرَةٍ مِنَ النَّارِ فَأَنْقَذَكُمْ مِنْهَا»** «قرآن» : سىلەر دوزاخ چوقۇرىنىڭ گىرۋىكىدە ئىدىڭلار، ئاللاھ سىلەرنى (ئىسلام ئارقىلىق) ئۇنىڭدىن قۇتقۇزدى.

**حَفَزَ يَحْفِزُ حَفْزًا** : ئالغا سىلجىتتى، ئىتتىردى، تۈرتكە بولدى ؛ قوزغىدى ، ئىلھاملاندۇردى.

**حَفَزَ بِالرُّمْحِ** : نەيزە سانجىتتى.

**«قَدْ تَجِدُ فِي آرَاءِ خُصُومِكَ مَايَحْفَزُكَ إِلَى التَّفْكِيرِ وَ إِعَادَةِ النَّظَرِ فِي مَوْقِفِكَ»** : دۈشمىنىڭنىڭ قاراشلىرىدا سېنى ئويلىنىشقا ۋە مەيدانىڭنى قايتا قاراپ چىقىشقا تۈرتكە بولىدىغان نەرسىلەرنى تېپىشىڭ مۇمكىن.

**حَفَزٌ** : ئەجەل ، بەلگىلەنگەن ۋاقىت ، غايە ، ئاخىرقى چەك ؛ ئۆلچەم ؛ دەرىجە ؛ چېگرا.

**حَفَشَ يَحْفِشُ حَفْشًا الشَّيْءَ** : سۈيدى.

**حَفَشَ الْمَاءَ** : سۇنى چىقاردى.

**حَفَشَ سَيْلُ الْوَادِي** : كەلكۈن ئويماننى توشقۇزدى.

**حَفَشَ الْمَطَرُ الْأَرْضَ** : يامغۇر ئۆسۈملۈكلەرنى ئۈندۈردى.

**حَفَشَتِ السَّمَاءُ** : يامغۇر قاتتىق يېغىپ توختىدى.

**حَفَشَ الْقَومُ عَلَيهِ** : قەۋم توپلاندى، قەۋم يىغىلدى.

**حَفَشَ الْفَرَسُ** : ئات توختىماي چاپتى.

**حَفَشَهُ** : قوغلىۋەتتى.

**حِفْشٌ ج أَحْفَاشٌ** : ئاددى پاكار ئۆي ، كىچىك ئۆي ؛ كونا نەرسە ؛ يىڭنە سالىدىغان قاچا ؛ ئاياللارنىڭ ئېھتىياجلىق نەرسىلىرىنى سالىدىغان تارتما.

**حَفَصَ يَحْفِصُ حَفْصًا الشَّيْءَ** : توپلىدى، جەملىدى.

**حَفَصَ الشَّيْءَ مِنْ يَدِهِ** : تاشلىۋەتتى.

**حَفْصٌ ج أَحْفَاصٌ وَحُفُوصٌ** : كىچىك ئۆي ، بۆلمە، خانە؛ يولۋاسنىڭ بالىسى؛ تۇلۇم.

**حَفَضَ يَحْفُضُ حَفْضًا الْعُودَ** : ياغاچنى ئەگدى ، ياغاچنى قايرىدى.

**حَفَضَ الشَّيْءَ** : قولىدىن تاشلىۋەتتى.

حَفَضٌ ج أَحْفَاضٌ وَ حِفَاضٌ : يۆتكەشكە تەييارلاپ قويۇلغان ئۆي - بىسالار؛ ئۆي - بىساتنى يۆتكەپ ماڭىدىغان ئۇلاغ؛ كىگىز ئۆي؛ ئاجىز تۆگە، ئورۇق تۆگە.

حَفِظَ يَحْفَظُ حِفْظًا الشَّيْءَ : ساقلىدى، قوغدىدى، مۇھاپىزەت قىلدى.

حَفِظَ قَدْرَهُ : ھۆرمەتلىدى.

حَفِظَ الْمَأْكُولاَتِ : يېمەكلىكلەرنى ساقلىدى.

«حَفِظَ الْقُرْآنُ لُغَتَنَا الْعَرَبِيَّةَ مِنَ الضَّيَاعِ» : قۇرئان بىزنىڭ ئەرەب تىلىمىزنى يوقاپ كېتىشتىن ساقلاپ قالدى.

«لَكَ قَدْرٌ يَجِبُ أَنْ يُحْفَظَ» : ھۆرمىتىڭ ساقلىنىشى كېرەك.

«لاَيَحْفَظُونَ وُدًّا وَلاَ يَرْعَوْنَ حُرْمَةً وَلاَ يَذْكُرُونَ جَمِيلاً» : ئۇلار دوستلۇقنى ساقلىمايدۇ، ئۆزئارا ھۆرمەتكە رىئايە قىلمايدۇ، قىلغان ياخشىلىقنى بىلمەيدۇ.

«حَفِظَكَ اللهُ» : ئاللاھ سېنى ساقلىسۇن.

«حَفِظَ جَمِيلَهُ» : رەھمەت ئوقۇغان ھالدا ئۇنى ئەسلىدى، ياخشىلىقنى ئۇنۇتمىدى، ياخشىلىقنى ئەسلىدى.

«كَانَ يُعِدُّ دُرُوسَهُ وَيَحْفَظُهَا عَلَى أَحْسَنِ وَجْهٍ» : ئۇ دەرسلىرىنى تەييارلايتتى ۋە ئەڭ ياخشى رەۋىشتە ئۆزلەشتۈرەتتى.

حِفْظٌ : ساقلىماق، قوغدىماق، ياد ئالماق.

فِي حِفْظِ اللهِ : «ئاللاھ» نىڭ ھىمايىسىدە، «ئاللاھ» نىڭ ساقلىشى بىلەن.

حِفْظُ الذَّاتِ : ئۆزىنى قوغداش.

حِفْظُ الْمَلاَبِسِ : كىيىم - كېچەك قويىدىغان بۆلمە.

حِفْظُ الأَمَانَاتِ : ئامانەتنى ساقلاش.

حِفْظُ الآثَارِ : مەدەنىي يادىكارلىقلارنى قوغداش.

«لاَ عَمَلَ لَهُ إِلاَّ حِفْظَ الْوَثَائِقِ» : ئۇنىڭ ۋەسىقىلەرنى ساقلاشتىن باشقا ئىشى يوق.

حِفْظَةٌ : غەزەپ، ئاچچىق.

حَفَظَةٌ : پەرىشتىلەر.

حَفَّ يَحُفُّ و يَحِفُّ حَفًّا : قورشىۋالدى، ئورىۋالدى؛ سويىۋەتتى.

حَفَّ الشَّخْصَ : ئورىۋالدى.

«حَفَّتِ الْمَرْأَةُ وَجْهَهَا» : ئايال يۈزىنى ئورىۋالدى.

حَفَّ شَعْرَهُ وَ لِحْيَتَهُ وَ شَارِبَهُ : چاچ - ساقال - بۇرۇتنى ياساتتى.

حَفَّ بِنَفْسِهِ : ئۆزىگە كۆڭۈل بۆلدى.

تَحُفُّ بِالْعُيُونِ : ھەممە ئادەمنىڭ كۆزى چۈشىدۇ، ھەممىنىڭ دىققىتىنى جەلپ قىلىدۇ.

حَفَّ يَحِفُّ حَفِيفًا الطَّيْرُ : قۇش قانىتىدىن ئاۋاز ئاڭلاندى.

حَفَّتِ الْحَيَّةُ : يىلان شىپىرلىدى.

حَفَّ سَمْعُهُ : قۇلىقى غوڭۇلدىدى.

حَفَّتِ الأَرْضُ : زېمىننىڭ ئوت - چۆپلىرى قۇرۇپ كەتتى.

حَفَّتِ الشَّجَرَةُ : دەرەخ شىلدىرلىدى.

حَفٌّ ج حُفُوفٌ : ئىز.

جَاءَ عَلَى حَفِّهِ : تاپ باستۇرۇپ كەلدى، ئىز بېسىپ كەلدى.

حَفَفٌ : ناچار تۇرمۇش.

طَعَامٌ حَفَفٌ : ئاز تاماق.

مَعِيشَةٌ حَفَفٌ : ناچار تۇرمۇش، قىيىن تۇرمۇش.

جَاءَ عَلَى حَفَفِ ذَلِكَ : ئىز بېسىپ كەلدى، تاپ باستۇرۇپ كەلدى.

حَفَّارٌ : قازغۇچى؛ نەققاش.

حَفَّارُ الْقُبُورِ : گۆركار، يەرلىك قازغۇچى.

حَفَّارَةٌ ج حَفَّارَاتٌ : تۇپا قېزىش ماشىنىسى؛ نېفىت قۇدۇقىنى قېزىش ماشىنىسى، ئېكسكاۋاتور.

حَفَّانٌ : ھايۋاننىڭ كىچىكى.

حَفَّضَ يُحَفِّضُ تَحْفِيضًا : ئارقىغا تاشلىۋەتتى.

حَفَّضَ اللهُ عَنْهُ : يېنىكلەتتى.

حَفَّضَ اللهُ الأَرْضَ : زېمىننى قۇرۇتتى.

حَفَّقَ يُحَفِّقُ تَحْفِيقًا : ئورىۋالدى، قورشىۋالدى.

حَفَّلَ يُحَفِّلُ تَحْفِيلاً : يىغدى، توپلىدى؛ بېزە-

دى، زىننەتلەندى.

**حَفَلَ يَحْفِلُ حَفْلًا وَ حُفُولًا** : يىغىلدى ، توپلاندى ، جەم بولدى ، يىغىلىش قىلدى.

**حَفَلَ بِهِ** : ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلدى.

**حَفَلَ الإِجْتِمَاعُ بِالْمُفَاجَآتِ** : يىغىن تاسادىپىيلىقلار بىلەن تولدى.

**حَفَلَ الْقَوْمُ** : يىغىلدى ، توپلاندى.

**حَفَلَ الْمَاءُ** : سۇ توپلاندى ، يىغىلدى.

**حَفَلَ الدَّمْعُ** : ياش كۆپەيدى.

**حَفْلٌ** : يىغىلماق ، توپلانماق ، جەم بولماق.

**حَفْلُ اِفْتِتَاحٍ** : ئېچىلىش مۇراسىمى.

**حَفْلٌ نِهَائِيٌّ / حَفْلٌ خِتَامِيٌّ** : يېپىلىش مۇراسىمى.

**حَفْلٌ سَاهِرٌ** : كەچلىك يىغىلىش ، كەچلىك مۇراسىم.

**«عِنْدَهُ حَفْلٌ مِنَ النَّاسِ»** : ئۇنىڭ يېنىدا نۇرغۇن كىشى بار.

**حَفْلٌ رِيَاضِيٌّ** : تەنتەربىيە بايرىمى ، تەنتەربىيە مۇراسىمى ، تەنتەربىيە يىغىلىشى.

**بِحَفْلِهِمْ وَحَفِيلَتِهِمْ** : ئومۇمىيۈزلۈك ، بارلىق ، پۈتۈن.

**حَفْلَةٌ ج حَفْلَاتٌ** : يىغىن ، مۇراسىم ؛ كۆڭۈل بۆلۈش ؛ زىننەت ؛ زىياپەت.

**حَفْلَةُ الإِسْتِقْبَالِ** : كۈتۈۋېلىش يىغىنى.

**«مَنْ حَضَرَ حَفْلَةَ الإِسْتِقْبَالِ أَمْسِ؟»** : تۈنۈگۈنكى كۈتۈۋېلىش يىغىنىغا كىم قاتناشتى ؟

**حَفْلَةُ اِفْتِتَاحٍ** : يىغىننىڭ ئېچىلىش مۇراسىمى.

**حَفْلَةٌ خِطَابِيَّةٌ** : نۇتۇق سۆزلەش مۇراسىمى.

**حَفْلَةٌ رَاقِصَةٌ** : تانسا كېچىلىكى ، ئۇسسۇل كېچىلىكى.

**حَفْلَةٌ تَمْثِيلِيَّةٌ** : تىياتىر كېچىلىكى.

**حَفْلَةٌ مُوسِيقِيَّةٌ** : مۇزىكا كېچىلىكى.

**حَفْلَةٌ سَاهِرَةٌ** : ناخشا ـ ئۇسسۇل كېچىلىكى.

**حَفْلَةُ التَّبَرُّكِ** : تەبرىك مۇراسىمى.

**حَفْلَةُ التَّأْبِينِ** : ماتەم مۇراسىمى.

**حَفْلَةُ الدَّفْنِ** : دەپنە مۇراسىمى.

**حَفْلَةُ الشَّايِ** : چاي زىياپىتى.

**حَفْلَةُ الزِّفَافِ** : توي مۇراسىمى ( توي مەرىكىسى )

**حَفْلَةُ التَّكْرِيمِ** : قارشى ئېلىش يىغىنى ، كۈتۈۋېلىش يىغىنى.

**حَفَنَ يَحْفُنُ يَحْفِنُ حَفْنًا الشَّيْءَ** : سىقىملاپ ئالدى، ئوچۇملاپ ئالدى.

**حَفْنَةٌ ج حَفَنَاتٌ وَ حُفَنٌ** : بىر ئوچۇم ، بىر سىقىم؛ ئازغال.

**«نَثَرَتْ حَفْنَةً مِنَ الأُرْزِ لِيُطْعِمَ الْفِرَاخَ»** : چۈجىلەرگە يەم قىلىپ بىر چاڭگال گۈرۈچ چېچىپ بېرىلدى.

**حَفْنَةٌ مِنْ كِبَارِ الْمَالِيِّينَ** : بىر قىسىم پۇلدارلار.

**حَفِيَ يَحْفَى حَفْيًا وَحَفَاوَةً وَحِفَايَةً وَتَحْفَايَةً** : خۇشال خۇرام كۈتۈۋالدى، قىزغىن كۈتۈۋالدى.

**حَفِيَ يَحْفَى حَفًّا وَ حَفَاءً** : يالاڭ ئاياغ ماڭدى.

**حَفِيدٌ ج حُفَدَاءُ و حَفَدَةٌ** : ئوغۇل نەۋرە.

**«هُوَ حَفِيدِي الأَصْغَرُ»** : ئۇ مېنىڭ ئەڭ كىچىك نەۋرەم.

**«وَجَعَلَ لَكُمْ مِنْ أَزْوَاجِكُمْ بَنِينَ وَحَفَدَةً»** (قرآن) : سىلەر ئۈچۈن ئۆزلىرىڭدىن ئوغۇللارنى ۋە نەۋرىلەرنى ياراتتى.

**حَفِيدَةٌ ج حَفِيدَاتٌ** : قىز نەۋرە.

**حَفِيرٌ ج أَحْفَارٌ** : قەبرە ؛ چوڭ قۇدۇق.

**حَفِيظٌ** : قوغدىغۇچى ، مۇھاپىزەت قىلغۇچى ، ھامىي ، ئاسرىغۇچى، كۆزەتچى.

**اَلْحَفِيظُ** : ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ « ئاسرىغۇچى ، مۇھاپىزەت قىلغۇچى ، ساقلىغۇچى» دېگەن مەنىدە.

**«فَمَا أَرْسَلْنَاكَ عَلَيْهِمْ حَفِيظًا»** (قرآن) : بىز سېنى ئۇلارغا كۆزەتچى قىلىپ ئەۋەتمىدۇق.

**حَفِيظَةٌ ج حَفَائِظُ** : غەزەپ ، ئاچچىق، ئۆچمەنلىك؛ كىچىك بالىغا ئېسىپ قويىدىغان تومار.

**أَثَارَ حَفِيظَتَهُ** : ئۇنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

**حَفِيفٌ** : شىلدىرلىغان ئاۋاز ( قورۇق ئوت ـ چۆپىنىڭ)

**حَفِيفُ الْأَشْجَارِ** : دەرەخنىڭ شىلدىرلىغان ئاۋازى.

**حَفِيْفُ النَّارِ:** ئوتنىڭ چاراسلىغان ئاۋازى.

**حَفِيفُ الْأَوْرَاقِ:** قەغەزنىڭ شاراقلىغان ئاۋازى.

**حَفِيٌّ ج أَحْفِيَاءُ وَ حُفَوَاءُ:** ئالىم ؛ پۇختا بىلگۈچى ، ماھىر ؛ مۇتەخەسسىس ؛ ئاكادېمىك ؛ ئەزا ( بىر تەشكىلاتنىڭ ) ؛ مۇلايىم مېھرىبان.

**«يَسْأَلُونَكَ كَأَنَّكَ حَفِيٌّ عَنْهَا قُلْ إِنَّمَا عِلْمُهَا عِنْدَ اللّٰهِ»** «قرآن» : گويا سەن قىيامەت بىلەن ناھايىتى تونۇشتەك، ئۇنى سەندىن سورىشىدۇ. ئېيتقىنكى، «ئۇنىڭ ۋاقتىنى پەقەت ئاللاھ بىلىدۇ».

**«إِنَّهُ كَانَ بِي حَفِيًّا»** «قرآن» : ئۇ ماڭا ھەقىقەتەن مېھرىباندۇر.

**حَقًا يَحْقُو حَقْوًا:** بىلى ئاغرىپ قالدى.

**حِقَابٌ ج حُقُبٌ :** بەلۋاغ ، تاسما ، كەمەر ( ئاياللار يوپكىسىنى باغلايدىغان ) ، تىرناق ئاستىدىكى ئاق.

**حَقَارَةٌ :** خارلىق ، پەسكەشلىك ، رەزىللىك.

**حَقِبَ يَحْقَبُ حَقَبًا الْمَطَرُ :** قۇرغاقچىلىق بولدى ، يامغۇر ياغمىدى.

**حَقَبَ يَحْقُبُ حَقْبًا الْحَقِيْبَةَ:** سومكىنى كۆتۈردى.

**حُقْبٌ وَ حُقُبٌ ج أَحْقَابٌ وَ حِقَابٌ :** 80 دىن 100 يىلغىچە بولغان ۋاقىت ؛ زامان، دەۋر ، يىللار.

**أَحقَابٌ خَالِيَةٌ :** ئۆتكەن يىللار ، ئۆتكەن زامانلار ، ئۆتكەن دەۋرلەر.

**فِي سَالِفِ الْأَحْقَابِ :** ئۆتكەن زاماندا ، بۇرۇنقى دەۋردە ، بۇرۇنقى يىللاردا.

**«لَابِثِيْنَ فِيهَا أَحْقَابًا»** «قرآن» : ئۇلار جەھەننەمدە ئۇزاق مۇددەت قالىدۇ.

**حَقَبٌ ج اَحْقَابٌ وَ حُقُبٌ وَ أَحْقُبٌ :** بەلۋاغ، تاسما ، كەمەر ؛ سومكا ؛ چىگىلىدىغان تانا ، تۆشلۈك.

**حِقْبٌ :** تۇمار ، تىلتۇمار.

**حِقْبَةٌ ج حِقَبٌ وَ حُقُوبٌ :** مۇددەت ، مەزگىل.

**«عَاشَ جِيْلُنَا حِقْبَةً مِنَ الزَّمَانِ حَافِلَةً بِالْأَحْدَاثِ وَ الْحُرُوبِ وَ الثَّوْرَاتِ»** : بىزنىڭ ئەجدادلىرىمىز نۇرغۇن زامان نۇرغۇنلىغان ھادىسىلەر ، ئۇرۇشلار ۋە ئىنقىلابلار ئىچىدە ياشىدى.

**حَقَدَ يَحْقِدُ حَقْدًا:** ئاداۋەت ساقلىدى ، ئۆچ كۆردى.

**«كَانَ طَيِّبَ الْقَلْبِ صَبُورًا لَا يَحْقِدُ عَلَى أَحَدٍ حَتَّى أُوْلَئِكَ الَّذِينَ أَسَاؤُوا إِلَيْهِ»** : ئۇ بىرەرسىگە ئاداۋەت قىلماي ، ھەتتا ئۆزىگە دۈشمەنلىك قىلغانلارغىمۇ سەۋرى قىلغان ياخشى كۆڭۈل كىشى ئىدى.

**حَقِدَ يَحْقَدُ حَقَدًا الْمَطَرُ:** يامغۇر توختىمىدى.

**حَقِدَتِ النَّاقَةُ:** تۆگە سەمرىپ تىقىلىپ كەتتى.

**حِقْدٌ ج أَحْقَادٌ وَ حُقُودٌ :** ئاداۋەت ، ئۆچمەنلىك ، دۈشمەنلىك.

**أَضْمَرَ لَهُ حِقْدًا :** ئۆچمەنلىك ساقلىدى.

**حَقَرَ يَحْقِرُ حَقْرًا وَ حَقَارَةً :** كەمسىتتى ، ھاقارەتلىدى ، كۆزگە ئىلمىدى ، خورلىدى.

**«لَيْسَ مِنَ الْخُلْقِ أَنْ تَحْقِرَ أَحَدًا لِفَقْرِهِ أَوْ ضَعْفِهِ»** : بىراۋنى ئۇنىڭ كەمبەغەل ياكى ئاجىز بولغانلىقىدىن ھاقارەتلىشىڭ ئەخلاقسىزلىقتۇر.

**حَقُرَ يَحْقُرُ حَقَارَةً :** خار بولدى ، كەمسىتىلدى.

**حَقِقَ حُقُوقًا :** ئەگرى بولدى ، قىڭغىر بولدى.

**حِقْقٌ ج أَحْقَاقٌ وَحُقُوقٌ :** ئەگرى - بۈگرى ۋە ئۇزۇن قۇم بارخانلىرى، تام ئۈلى.

**حَقَّ يَحُقُّ حَقًّا الْخَبَرَ :** ئايدىڭلاشتۇردى.

**حَقَّ ظَنَّ صَدِيْقِهِ :** ئۇ دوستىنىڭ قارىشىنى توغرا تاپتى.

**حَقَّ الْأَمْرَ :** تەستىقلىدى ، ئىسپاتلىدى ؛ ئايدىڭلاشتۇردى.

**«يَحِقُّ عَلَى الْمَظْلُومِ أَنْ يُجَاهِدَ فِي وَجْهِ الظُّلْمِ»** : ئېزىلگۈچى چوقۇم ئېزىش بىلەن يۈز تۇرانە كۈرەش قىلىشى كېرەك.

**«إِنْ هُوَ إِلَّا ذِكْرٌ وَقُرْآنٌ مُبِيْنٌ لِيُنْذِرَ مَنْ كَانَ حَيًّا وَيَحِقُّ الْقَوْلُ عَلَى الْكَافِرِيْنَ»** «قرآن» : ئۇ پەقەت تىرىكلەرنى ئاگاھلاندۇرۇش، كۇففارلارغا ئازابنىڭ تېگىشلىك ئىكەنلىكىنى (بىلدۈ...

رۇش گۈچۈن نازىل بولغان) ۋەز ـ نەسىھەتتۇر ۋە روشەن قۇرئاندۇر.

**حَقٌّ** : توغرا ، دۇرۇس ، ھەقىقەت.

**«وَاقْتَرَبَ الْوَعْدُ الْحَقُّ فَإِذَاهِيَ شَاخِصَةٌ أَبْصَارُ الَّذِيْنَ كَفَرُوا»** «قۇرئان» : راست ۋەدە (يەنى قىيامەتنىڭ ۋاقتى) يېقىنلاشتى، ئۇ كۈندە كۇففارلارنىڭ كۆزلىرى چەكچىيىپ قالىدۇ.

**عَلِمَ حَقَّ الْعِلْمِ** : ئەستايىدىللىق بىلەن ئېنىق بىلدى ، ئىنچىكىلىك بىلەن ياخشى بىلدى.

**هُوَ الْعَالِمُ حَقَّ الْعِلْمِ** : ئۇ توشقان ئالىم.

**«إِنَّمَا جَاءَ فِي الْمَقَالِ بِحَقِّ الشَّاعِرِ غَيْرُ صَحِيحٍ»** : ماقالىدىكى شائىر ھەققىدە كەلگەن نەرسىلەر توغرا ئەمەس.

**حَقٌّ ج حُقُوقٌ** : ھوقۇق ، ئىمتىياز.

**«مُهِمَّةُ الشَّعْبِ الْحُرِّ أَنْ يَحْرِسَ الْقَانُونَ وَيَحَافِظَ عَلَى حُقُوقِ الْإِنْسَانِ»** : ئازاد خەلقنىڭ ۋەزىپىسى قانۇننى قوغداش، كىشىلىك ھوقۇققا رىئايە قىلىشتىن ئىبارەت.

**حَقَّ قَدْرِهِ** : تېگىشلىك رەۋىشتە.

**«إِنَّ هَذَا الْكِتَابَ لَمْ يُوفِ الْمَوْضُوعَ حَقَّ قَدْرِهِ»** : بۇ كىتاب ماۋزۇنى تولۇق ئىپادىلەپ بەرمىگەن.

**فَهِمَ حَقَّ الْفَهْمِ** : ئەستايىدىللىق بىلەن تولۇق چۈشەندى.

**أَخَذَ بِحَقِّهِ** : ياردەم بەردى ؛ ھەققىنى ئالدى.

**حَقُّ الْمُوَاطِنِيْنَ** : پۇقرالارنىڭ ھوقۇقى.

**اَلْحَقُّ يُقَالُ** : ھەق سۆزلىنىدۇ ، ھەق دېيىلىدۇ.

**«اَلْحَقُّ مَعَ الْقُوَّةِ»** : كۈچ كىمدە بولسا، ھەقىقەت شۇنىڭدا بولىدۇ.

**«اَلْحَقُّ مَعَكَ»** : سېنىڭ توغرا ، ھەقىقەت سەن تەرەپتە.

**اَلْحَقُّ عَلَيْكَ** : سەن خاتالاشتىڭ.

**حَقٌّ عَيْنِيٌّ** : كۆچمەس مۈلۈك.

**مِنْ حَقِّهِ** : ئۇنىڭ تېگىشلىك ئىشى ، مەجبۇرىيىتى ، قىلىشقا لايىق ئىشى.

**حَقُّ الْإِنْتِفَاعِ** : ئىشلىتىش ھوقۇقى.

**حُقُوقُ الطَّبْعِ. حَقُّ الطَّبْعِ** : نەشر ھوقۇقى ، بېسىش ھوقۇقى.

**حَقُّ الْأَوْلَوِيَّةِ** : ئالدىن پايدىلىنىش ھوقۇقى.

**حَقُّ الْمُسَاوَاةِ** : باراۋەرلىك ھوقۇقى.

**حَقُّ الزَّوْجِيَّةِ** : ئەرنىڭ ئايالىغا نەپىقە بېرىش ۋە ياخشى مۇئامىلىدە بولۇشى.

**حَقُّ الْمِلْكِيَّةِ** : ئىگىدارلىق ھوقۇقى ، مۈلۈكچىلىك ھوقۇقى.

**حُقُوقُ اللّٰهِ** : ئاللاھنىڭ ئالدىدا بەندىلىرىنىڭ قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلىرى.

**حُقُوقُ الْإِنْسَانِ** : كىشىلىك ھوقۇق ، ئىنسانىي ھوقۇق.

**حَقُّ الْإِمْتِيَازِ** : مەخسۇس پايدىلىنىش ھوقۇقى ، ئالاھىدە ھوقۇق ، ئىمتىياز.

**حَقُّ الْمُؤَلِّفِ** : ئاپتورلۇق ھوقۇقى.

**حَقُّ الرَّفْضِ** : رەت قىلىش ھوقۇقى.

**حَقُّ الْإِنْتِفَاعِ** : پايدىلىنىش ھوقۇقى.

**قَصَّرَ فِي حَقِّهِ** : ھەقنى تولۇق ئادا قىلمىدى.

**اَلدِّينُ الْحَقُّ** : ئىسلام دىنى.

**ذَهَبٌ حَقٌّ** : ساپ ئالتۇن.

**كُلِّيَّةُ الْحُقُوقِ** : قانۇن فاكۇلتېتى.

**حَقُّ تَقْرِيرِ الْمَصِيْرِ** : ئۆز تەقدىرىنى ئۆزى بەلگىلەش ھوقۇقى.

**حَقًّا بِالْحَقِّ** : ھەقىقەتەن ، راستىنلا.

**«أُوْلَئِكَ هُمُ الْمُؤْمِنُونَ حَقًّا»** «قۇرئان» : ئەنە شۇلار ھەقىقى مۆمىنلەردۇر.

**حُقُوقٌ وَ وَاجِبَاتُ الْمُوَاطِنِيْنَ** : پۇقرالارنىڭ ھوقۇقى ۋە مەجبۇرىيىتى.

**حُقُوقٌ مَدَنِيَّةٌ** : پۇقرالار ھوقۇقى.

**حُقُوقٌ عَيْنِيَّةٌ** : كۆچمەس مۈلۈك ھوقۇقى.

**عِلْمُ الْحُقُوقِ** : قانۇنشۇناسلىق.

**مَجْلِسُ الْحُقُوقِ** : سوت.

**تَمَتَّعَ بِحُقُوقِ الْمُوَاطِنِ** : پۇقرالىق ھوقۇقىدىن بەھرىمەن بولدى.

**حُقٌّ ج حُقُوقٌ وَ حِقَاقٌ** : قۇتا، ئۆمۈچۈك تورى.

حِقٌّ ج أَحُقٌّ و حِقَاقٌ: تۆت ياشلىق تۆگە؛ قېرىپ چىشى قالمىغان تۆگە.

حُقُّ الطِّيبِ: ئەتىر قۇتىسى.

حَقَّانِيٌّ : توغرا ، ھەققانى ، ئادىل.

وَزَارَةُ الْحَقَّانِيَّةِ : ئەدلىيە مىنىستىرلىكى.

حُقَّةٌ ج حِقَاقٌ : قۇتا؛ ئايال؛ مۇسىبەت.

حُقَّةٌ حَرْقَفِيٌّ : يانپاش ، سان ، يوتا.

حُقَّةُ الْإِبْرَةِ : كومپاس.

حُقَّةُ الْعَيْنِ : كۆز چانىقى.

حُقَّةٌ ج حُقَّاقٌ وحُقَقٌ: 1280 گرام (سۇرىيە ۋە ئىراقتا ئىشلىتىلىدىغان ئېغىرلىق بىرلىكى)

حَقَّرَ يُحَقِّرُ تَحْقِيرًا: كەمسىتتى ، خارلىدى ، كۆزگە ئىلمىدى ، ئەيىبلىدى.

حَقَّقَ يُحَقِّقُ تَحْقِيقًا: دەلىللىدى ، ئىسپاتلىدى ، تەھقىقلىدى ؛ ئىشقا ئاشۇردى.

«نَطْمَحُ إِلَى نِظَامٍ يُحَقِّقُ الْعَدَالَةَ التَّامَّةَ بَيْنَ الْأَفْرَادِ» : بىز كىشىلەر ئارىسىدا تولۇق ئادالەتنى ئىشقا ئاشۇرىدىغان قانۇنغا تەلپۈنىمىز.

حَقَّقَ الشَّخْصِيَّةَ : سالاھىيەتنى تەكشۈردى.

حَقَّقَ الذَّاتِيَّةَ : سالاھىيەتنى تەكشۈردى.

حَقَّقَ الْأَمَلَ : مۇرادىغا يەتتى.

حَقَّقَ الْقَوْلَ بِالْفِعْلِ : ۋۇجۇدقا چىقاردى ، ئەمەلگە ئاشۇردى.

حَقْلٌ ج حُقُولٌ : ئېتىز ، ئېرىلغۇ يەر ؛ كۆكلەۋاتقان زىرائەت.

«حَوَّلْنَا الصَّحْرَاءَ إِلَى حُقُولٍ خَصْبَةٍ» : چۆل - باياۋاننى بولۇق ئېتىزلارغا ئايلاندۇردۇق.

عَمَلٌ فِي حَقْلٍ : ئېتىزدا ئىشلەش.

حُقُولُ النِّفْطِ: نېفىتلىك.

«يُوجَدُ فِي حَقْلِ الْخَضَارِ خِيَارٌ وَ طَمَاطِمُ وَ مَا عَدَا ذَلِكَ لَا يُوجَدُ شَيْءٌ» : كۆكتاتلىقتا تەرخەمەك بىلەن شوخلىلاردىن باشقىسى تېپىلمايدۇ.

«يُتَّخَذُ إِنْسَانُ الْعَالَمِ الثَّالِثِ حَقْلاً لِتَجْرِبَةِ الْأَدْوِيَةِ الْجَدِيدَةِ» : ئۈچىنچى دۇنيا ئىنسانلىرى يېڭى دورىلارنىڭ تەجرىبە ئېتىزى (مەيدانى) قىلىنىدۇ.

حَقْلُ أَلْغَامٍ : مىنا كۆمۈلگەن يەر.

حَقْلُ التَّجَارِبِ : تەجرىبە ئېتىزى.

حَقْلٌ عِلْمِيٌّ : ئىلمىي ساھەسى ، ئىلمىي مەيدانى.

حُقْلَةٌ . حَقْلَةٌ . حِقْلَةٌ: ئېشىپ قالغان نەرسە ؛ مۇنبەت يەر.

حَقْلِيٌّ : ئېتىزغا ئائىت ، مەيدانغا ئائىت.

مَحْصُولَاتٌ حَقْلِيَّةٌ : يەردىن چىققان مەھسۇلاتلار.

حَقَنَ يَحْقُنُ و يَحْقِنُ حَقْنًا بَوْلَهُ : سۈيدۈكىنى قىسىپ تۇردى.

حَقَنَ مَاءَ وَجْهِهِ : تىلەمچىلىكتىن ئۆزىنى توستى.

حَقَنَ دَمَهُ : قان تۆكۈشتىن ساقلىدى.

«حَقَنَ الطَّبِيبُ الْمَرِيضَ بِمُخَدِّرٍ» : دوختۇر كېسەلگە مەست قىلغۇچى سۈيۈقلۇقنى ئوكول قىلدى.

حَقَنَ بِالْمِحْقَنَةِ : ئوكۇل سالدى ، ئوكۇل ئۇردى.

حَقَنَ الْمَرِيضَ : كېسەلگە ئوكۇل سالدى.

حَقْنٌ : توپلىماق؛ توسماق ؛ ئوكۇل سالماق.

«وَافَقَ الطَّرَفَانِ عَلَى مَشْرُوعِ الْهُدْنَةِ حَقْنًا لِلدِّمَاءِ» : ئىككى تەرەپ قان ئاققۇزماسلىق ئۈچۈن ئۇرۇش توختىتىش پىلانىغا قوشۇلدى.

حُقْنَةٌ ج حُقَنٌ : ئوكۇل، ئوكۇل قىلماق ؛ ئوكۇل سۈيۈقلۇقى، ئوكۇل سايمانلىرى.

حُقْنَةٌ جِلْدِيَّةٌ : تېرە ئاستىغا ئوكۇل سالماق.

حُقْنَةٌ عَضَلِيَّةٌ : مۇسكۇلغا ئوكۇل سالماق.

حُقْنَةٌ وَرِيدِيَّةٌ : تومۇرغا ئوكۇل سالماق.

حُقْنَةٌ شَرَجِيَّةٌ : ھەمەلچە، كلىزما.

حَقْوٌ ج حِقَاءٌ : بەل ، بېقىن ؛ تاغ باغرى ؛ پەرتۇق.

حَقُودٌ : ئاداۋىتى قاتتىق.

حُقُوقِيٌّ : قانۇنى ، قانۇنشۇناسلىق ، ئادۋوكات ؛

قانۇن فاكۇلتېتى ئوقۇغۇچىسى.

**حَقِيبَةٌ ج حَقَائِبُ** : سومكا ، چامادان ، بوخچا.

**حَقِيبَةُ يَدٍ** : قول سومكىسى.

**«لَقَدِ امْتَلأَتْ هَذِهِ الْحَقِيبَةُ تَمَامًا»** : بۇ چامادان تولۇپ كەتتى.

**حَقِيبَةٌ دِبْلُومَاسِيَّةٌ** : دىپلوماتىيىگە خاس، دىپلوماتىك خالتا ( تەكشۈرۈلمەيدىغان ، نازارەت قىلىنمايدىغان سومكا )

**حَقِيبَةٌ وَزَارِيَّةٌ** : مىنىستىرلىك مەنسىپى ، مىنىستىرلىك مەرتىۋىسى ؛ دەرىجە.

**حَقِيبَةٌ نِسَائِيَّةٌ** : ئاياللار سومكىسى.

**حَقِيبَةُ النُّقُودِ** : پۇل سومكىسى.

**حَقِيرٌ ج حِقَارٌ وَ حُقَرَاءُ** : تۆۋەن ، خار ، ئاجىز ، پەس ، ھەقىر ، ئېتىبارسىز.

**حَقِيقٌ ج أَحِقَّاءُ** : لايىق ، مۇناسىپ ، ئۆلچەملىك.

**«حَقِيقٌ عَلَى أَلاَّ أَقُولَ عَلَى اللّٰهِ إِلاَّ الْحَقَّ»**

«قرآن» : ئاللاھ نامىدىن پەقەت ھەقىقەتتىن باشقىنى ئېيتماسلىقتا لايىقمەن ( ھېرىسمەن )

**حَقِيقَةٌ ج حَقَائِقُ** : ھەقىقەتەن ، ھەق ، ئەمەلىيەت ، توغرا ، رېئاللىق ؛ ماھىيەت.

**حَقِيقَةٌ وَاقِعِيَّةٌ** : ئەمەلىي ھەقىقەت.

**حَقِيقَةٌ مَوْضُوعِيَّةٌ** : ئوبيېكتىپ ھەقىقەت.

**حَقِيقَةٌ سَاطِعَةٌ** : ئوچۇق ھەقىقەت، ئېنىق ھەقىقەت.

**فِي الْحَقِيقَةِ** : ماھىيەتتە ، ئەمەلىيەتتە.

**حَقِيقَةُ الأَمْرِ** : ھەقىقى ئەھۋال.

**حَقِيقَةُ الْحَالِ** : ئىشنىڭ ھەقىقىتى ، ھەقىقىي ئەھۋال.

**حَقِيقَةً . بِحَقِيقَةٍ** : راستىنلا ، ئەمەلىيەتتە.

**حَقِيقَةً حَقًّا** : راستىنلا ، ھەقىقەتەن ، چوقۇم ، مۇقەررەر.

**«قَدَّمَ تَقَارِيرًا وَفْقَ الْحَقَائِقِ تَمَامًا»** : ھەقىقى ئەھۋالنى ئەينەن ئىنكاس قىلدى.

**حَقَائِقُ أَبَدِيَّةٌ** : مەڭگۈلۈك ھەقىقەتلەر.

**«لاَيَبْلُغُ الْعَبْدُ حَقِيقَةَ التَّقْوَى حَتَّى يَدَعَ مَا حَاكَ فِي الصَّدْرِ» «حديث»** : بەندە كۆڭلىدىكى شۈبھىلىك نەرسىلەرنى تەرك ئەتمىگىچە تەقۋادارلىقنىڭ ماھىيىتىگە ئېرىشەلمەيدۇ.

**حَقِيقِيٌّ** : راست ، توغرا ، ئەمەلىيەت ، رېئال ، ھەقىقىي.

**أَمْرٌ حَقِيقِيٌّ** : ھەقىقىي ئىش ، راست ئىش.

**ذَهَبٌ حَقِيقِيٌّ** : ساپ ئالتۇن.

**مَعْنًى حَقِيقِيٌّ** : ھەقىقىي مەنا.

**هَذَا صَدِيقٌ حَقِيقِيٌّ** : بۇ بولسا ھەقىقىي دوست.

**اَلْحَقِيمَانِ** : كۆز قۇيرۇقى.

**حِكَايَةٌ** : خەۋەر يەتكۈزمەك ، ھېكايە قىلماق ، ھېكايە ئېيتماق.

**حِكَايَةٌ ج حِكَايَاتٌ** : قىسسە ، ھېكايە.

**حِكَايَةٌ شَعْبِيَّةٌ** : فولكلور.

**حَكَأَ يَحْكَأُ حَكْأً** : چىڭىتتى ، پۇختىلىدى ، مەھكەم قىلدى.

**حَكَرَ يَحْكِرُ حَكْرًا** : مونوپول قىلدى ، يالغۇز ئىگىلىۋالدى.

**حَكْرٌ** : بېسىمدارلىق قىلماق ، يالغۇز ئىگىلىۋېلىش ، مونوپول قىلماق.

**حُكْرَةٌ** : بېسىمدارلىق.

**حَكَشَ يَحْكُشُ حَكْشًا** : توپلىدى ، يىغدى ؛ زۇلۇم قىلدى.

**حَكَشَ الرَّجُلَ** : كىشىنى ئەزدى ، زۇلۇم قىلدى.

**حَكَفَ يَحْكِفُ حُكُوفًا** : بوشاپ كەتتى ، بەل قويۇۋەتتى ، بوشاڭلىق قىلدى.

**حَكَّ يَحُكُّ حَكًّا** : سۈركىدى ، تاتىلىدى ؛ سۈيىۋەتتى؛ ئېچىۋەتتى.

**حَكَّ الأَمْرُ فِي صَدْرِهِ** : ئۇنىڭغا تەسىر قىلدى.

**حَكَّ جِلْدَهُ** : تېرىسىنى قاشلىدى.

**«مَا حَكَّ جِلْدَكَ مِثْلُ ظُفْرِكَ»** : ئۆز ئىشىڭنى ئۆزۈڭ قىلغانغا يەتمەيدۇ.

**حَكٌّ** : سۈركىلىش ؛ سۈرتۈش ؛ قاشلاش.

**حَكَكٌ** : بور ، گەج.

**حَكَّاءٌ** : نۇتۇق سۆزلىگۈچى ؛ مەدداھ.

**حَكَّةٌ** : قولتۇق ، دېگىز قولتۇقى.

**حِكَّةٌ** : قىچىشقاق.

**حَكَّمَ يُحَكِّمُ تَحْكِيمًا** : باشقۇرۇشنى تاپشۇردى ؛ ھاكىم سايلىدى ؛ ئۇنى ھۆكۈم چىقىرىشقا تەيىنلىدى ، ئۇنى سوتچى قىلدى.

**«وَكَيْفَ يُحَكِّمُونَكَ وَ عِنْدَهُمُ التَّوْرَاةُ فِيهَا حُكْمُ اللّٰهِ» «قرآن»** : ئۇلارنىڭ يېنىدا ئاللاھنىڭ ھۆكمىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تەۋرات تۇرسا (يەنى تەۋراتتىكى ھۆكۈملەرنى كۆرۈپ تۇرۇپ ئەمەل قىلماي ۋاتسا)، (ئى مۇھەممەد!) قانداقچە سېنى ھۆكۈم چىقىرىشقا تەكلىپ قىلىدۇ؟

**«فَلَا وَ رَبِّكَ لَا يُؤْمِنُونَ حَتَّى يُحَكِّمُوكَ فِيمَا شَجَرَ بَيْنَهُمْ» «قرآن»** : پەرۋەردىگارىڭ بىلەن قەسەمكى ، ئۇلار ئۆز ئارىسىدىكى دەتالاشقا سېنى ھۆكۈم چىقىرىشقا تەكلىپ قىلمىغۇچە ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ.

**حَكَلَ يَحْكُلُ حَكْلًا عَلَيْهِ الْأَمْرُ** : ئېنىق بولمىدى، مۇجمەل بولۇپ قالدى.

**حَكَلَ فِي مَشْيِهِ** : سۆرۈلۈپ ماڭدى ، ئاستا ماڭدى.

**حَكَلَهُ بِالْعَصَا** : تاياق بىلەن ئۇردى.

**حُكْلٌ** : جان ـ جانىۋارلاردىن چۈمۈلىگە ئوخشاش ئاۋاز چىقارمايدىغان جانلىقلار.

**حُكْلَةٌ ج حُكَلٌ** : كېكەچلىك ، سۆزى ئېنىق بولماسلىق.

**حَكَمَ يَحْكُمُ حُكُومَةً** : باشقۇردى ، ئىدارە قىلدى ، رەھبەرلىك قىلدى ، ھۆكۈمرانلىق قىلدى ؛ كونترول قىلدى.

**حَكَمَ بَيْنَهُمَا** : ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقاردى.

**حَكَمَ بَيْنَهُمْ بِالْعَدْلِ** : ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئادىللىق بىلەن ھۆكۈم قىلدى.

**«وَإِنْ حَكَمْتَ فَاحْكُمْ بَيْنَهُمْ بِالْقِسْطِ» «قرآن»** : ئەگەر ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم قىلساڭ، ئادىللىق بىلەن ھۆكۈم قىلغىن.

**حَكَمَ بِإِدَانَتِهِ** : ئۇنى ئەيىبلەشكە بۇيرۇدى.

**حَكَمَ لَهُ** : ئۇنىڭ پايدىسىغا ھۆكۈم چىقاردى.

**حَكَمَ بِبَرَاءَتِهِ** : ئۇنى گۇناھسىز دەپ ھۆكۈم قىلدى.

**حَكَمَ عَلَيْهِ** : ئۇنىڭ زىيىنىغا ھۆكۈم قىلدى.

**حَكُمَ يَحْكُمُ حُكْمًا الشَّخْصُ** : ئالىم بولدى ، ھۆكۈما بولدى ؛ تېۋىپ بولدى؛ پەيلاسوپ بولدى ، دانىشمەن بولدى.

**حُكْمٌ ج أَحْكَامٌ** : ھۆكۈم ؛ ھۆكۈم قىلماق ، باشقۇرماق ، ئىدارە قىلماق ، ھۆكۈمرانلىق قىلماق ، ھاكىمىيەت يۈرگۈزمەك.

**«فَاصْبِرْ لِحُكْمِ رَبِّكَ وَلَا تُطِعْ مِنْهُمْ آثِمًا أَوْ كَفُورًا» «قرآن»** : سەن پەرۋەردىگارىڭنىڭ ھۆكمىگە سەۋر قىلغىن، سەن ئۇلار ئىچىدىن ھېچبىر گۇناھكارغا ياكى كۇفرىلىق قىلغۇچىغا بويسۇنمىغىن.

**«وَآتَيْنَاهُ الْحُكْمَ صَبِيًّا» «قرآن»** : ئۇنىڭغا بالىلىق چاغدىلا ئەقىل ـ پاراسەت ئاتا قىلدۇق.

**«اَلْوَطَنُ الْعَرَبِيُّ مُهِمٌّ عَسْكَرِيًّا لَا بِحُكْمِ مَوْقِعِهِ الْجُغْرَافِيِّ فَحَسْبُ بَلْ لِعَوَامِلَ أُخْرَى»** : ئەرەب دىيارىنىڭ ھەربىي جەھەتتە مۇھىم بولۇشى ئۇنىڭ جۇغراپىيىلىك ئورنى بولغانلىقىدىن ئەمەس، بەلكى باشقا ئامىللار سەۋەبىدىن.

**حُكْمُ الْبِلَادِ** : دۆلەتنى ئىدارە قىلىش ، دۆلەتنى باشقۇرۇش.

**كُرْسِيُّ الْحُكْمِ** : ھاكىمىيەت تەختى.

**اَلْحُكْمُ الذَّاتِيُّ** : ئاپتونومىيە، ئاپتونومىيە ھوقۇقى.

**حُكْمُ الْإِرْهَابِ** : تېررور ھاكىمىيەت ، زوراۋان ھاكىمىيەت ؛ تېررورلۇق ، زوراۋانلىق.

**حُكْمُ الْقَانُونِ** : ئەمر ـ پەرمان ، قانۇن ـ تۈزۈم ، پەرمان.

**حُكْمٌ جِنَائِيٌّ** : جىنايى ھۆكۈم.

**حُكْمُ الْحَكَمِ** : سوتچىنىڭ ھۆكمى ؛ كېسىم چىقارغۇچىنىڭ ھۆكمى.

**اَلْحُكْمُ الْعُرْفِيُّ** : جىددىي ھالەت ئېلان قىلىش.

**اَلْحُكْمُ بِالْإِفْلَاسِ** : ۋەيران بولغانلىقىنى ئېلان قىلىش.

**اَلْحُكْمُ الْحُضُورِيُّ** : نەق مەيداندا ھۆكۈم قىلىش ، سوتچىنىڭ جاۋابكار ئالدىدا چىقارغان ھۆكۈمى.

**حُكْمٌ غِيَابِيٌّ** : جاۋابكار قاتناشمىغان ھالەتتە چىقىرىلغان ھۆكۈم.

**حُكْمٌ يَشْمُلُ التَّنْفِيذَ** : دەرهال ئىجرا قىلىنىدىغان هۆكۈم.

**حُكْمٌ مَوْقُوفُ التَّنْفِيذِ**: كېچىكتۈرۈپ ئىجرا قىلىنىدىغان هۆكۈم.

**اَلْحُكْمُ الْجُمْهُورِيُّ** : جۇمهۇرىيەت تۈزۈمى.

**اَلْحُكْمُ النِّيَابِيُّ** : پارلامېنت تۈزۈمى.

**اَلْحُكْمُ الْمَلَكِيُّ** : پادىشاهلىق تۈزۈم.

**اَلْحُكْمُ بِالْإِعْدَامِ** : ئۆلۈم جازاسى بېرىش.

**بِحُكْمِ الْحَاجَةِ**: ئېهتىياجغا ئاساسەن.

**بِحُكْمِ مَنْصَبِهِ** : مەنسىپى ، ۋەزىپىسى، ئېتىبارى بىلەن.

**حُكْمٌ شَرْعِيٌّ** : شەرىئەت هۆكۈمى ، شەرىئەت ئەمرى.

**حُكْمٌ فَرْدِيٌّ** : هاكىممۇتلەقلىق.

**حُكْمٌ مَحَلِّيٌّ** : يەرلىك هاكىمىيەت.

**حُكْمٌ مُطْلَقٌ** : دىكتاتۇرلىق هاكىمىيەت.

**حُكْمٌ نِيَابِيٌّ** : پارلامېنت تۈزۈمىدىكى هاكىمىيەت.

«**لِلضَّرُورَةِ أَحْكَامٌ**» : زۆرۈرىيەت ئاستىدا يولغا قويۇلىدىغان ئالاهىدە قانۇن، قائىدە ـ يوسۇنلار بولىدۇ.

**نَزَلَ عَلَى حُكْمِهِ** : ئۇنىڭ هۆكمىگە قوشۇلدى.

**بِحُكْمِ الْحَوَادِثِ**: ۋەقە ئېتىبارى بىلەن.

**بِحُكْمِ وَظِيفَتِهِ** : ۋەزىپە ئېتىبارى بىلەن.

**بِحُكْمِ الْعَادَةِ** : ئادەت ئېتىبارى بىلەن.

**هُوَ فِي حُكْمِ الْمَفْقُودِ** : ئۇ يوقنىڭ ئورنىدا، يوق هېسابىدا.

**أَحْكَامُ اللّٰهِ** : ئاللاهنىڭ هۆكۈملىرى ، ئاللاهنىڭ ئەمرلىرى ، ئاللاهنىڭ بۇيرۇقلىرى.

**أَحْكَامُ الْعِبَادَاتِ** : ئىسلام شەرىئىتىدە كۆرسىتىلگەن ئىبادەت قائىدىلىرى.

**حَكَمٌ** : ئادىل كىشى ، هەق ـ ناهەقنى ئايرىغۇچى ، ئادىل سوتچى ، كېسىم كەسكۈچى.

**اَلْحَكَمُ**: ئاللاهنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، «ئادىل هۆكۈم قىلغۇچى» دېگەن مەنىدە.

«**وَإِنْ خِفْتُمْ شِقَاقَ بَيْنِهِمَا فَابْعَثُوا حَكَمًا مِنْ أَهْلِهِ وَحَكَمًا مِنْ أَهْلِهَا**» «قۇرئان» : ئەگەر ئەر-خوتۇن ئىككىيلەننىڭ ئىناقسىز بولۇپ قېلىشىدىن قورقساڭلار، ئەرنىڭ تۇغقانلىرىدىن بىر هەققانى كىشىنى، خوتۇنىنىڭ تۇغقانلىرىدىن بىر هەققانى كىشىنى ئەۋەتىڭلار.

«**يَجِبُ أَنْ يَكُونَ الْحَكَمُ عَادِلاً لَايَنْحَازُ إِلَى جَانِبٍ دُونَ آخَرَ**» : سوتچى هېچ تەرەپكە يان باسمايدىغان هەققانىي بولۇشى كېرەك.

**حِكْمَةٌ ج حِكَمٌ** : ئەقىل ـ پاراسەت ، دانالىق ؛ پەلسەپە ؛ هېكمەت.

«**يُؤْتِي الْحِكْمَةَ مَنْ يَشَاءُ وَمَنْ يُؤْتَ الْحِكْمَةَ فَقَدْ أُوتِيَ خَيْرًا كَثِيرًا**» «قۇرئان» : هېكمەتنى (يەنى ياخشى ئەمەلگە يېتەكلەيدىغان پايدىلىق ئىلىمنى) خالىغان بەندىسىگە ئاتا قىلىدۇ، هېكمەت ئاتا قىلىنغان ئادەمگە كۆپ ياخشىلىق ئاتا قىلىنغان بولىدۇ.

«**وَ لَقَدْ آتَيْنَا لُقْمَانَ الْحِكْمَةَ**» «قۇرئان» : بىز لوقمانغا هەقىقەتەن هېكمەت ئاتا قىلدۇق.

**حِكْمَةُ الْآلَةِ** : سۈرئەت تەڭشىگۈچ ، تەڭشىگۈچ.

**اَلْحِكْمَةُ الْإِلٰهِيَّةُ** : ئاللاهنىڭ هېكمىتى.

**بِحِكْمَةٍ** : ئاقىلانىلىق بىلەن ، دانالىق بىلەن.

**عِلْمُ الْحِكْمَةِ** : خىمىيە ۋە تېبابەت ئىلمى.

**حَكَمَةٌ ج حَكَمَاتٌ وَ حَكَمٌ** : يۈگەننىڭ ئاتنىڭ ئېغىزىدا تۇرىدىغان تۆمۈرى ، جۆجەي.

**حَكَمَةُ اللِّجَامِ** : ئېغىز دۇرۇق.

**حِكْمِيٌّ** : هېكمەتكە مەنسۇپ، پەلسەپىگە مەنسۇپ، ئەقىل ـ پاراسەتكە مەنسۇپ.

**شِعْرٌ حِكْمِيٌّ** : هېكمەتلىك شېئىر.

**حِكْمِيُّونَ** : پەيلاسوپلار ، پەلسەپىچىلەر؛ هېكمەتلىك شېئىر يازىدىغان شائىرلار.

**حُكُومَةٌ ج حُكُومَاتٌ**: هۆكۈمەت، دۆلەت، هاكىمىيەت.

«**شَنَّتِ الْحُكُومَاتُ حَمْلَةً ضِدَّ الرِّشْوَةِ وَالْفَسَادِ فِي الْجِهَازِ الْحُكُومِيِّ**» : هۆكۈمەتلەر هۆكۈمەت ئورگانلىرىدا پارىخورلۇق ۋە چىرىكلىككە قارشى هۇجۇم قوزغىدى.

**حُكُومَةٌ جُمْهُورِيَّةٌ** : جۇمھۇرىيەت ھۆكۈمىتى.

**حُكُومَةٌ دَسْتُورِيَّةٌ** : قانۇن تۈزغۈزۇلغان ھۆكۈمەت.

**حُكُومَةُ الْعُمَّالِ** : ئىشچىلار ھۆكۈمىتى.

**حُكُومَةٌ دِكْتَاتُورِيَّةٌ** : مۇستەبىت ھۆكۈمەت.

**حُكُومَةُ الْمَنْفَى** : سەرگەردان ھۆكۈمەت.

**حُكُومَةُ الْفَرْدِ** : ئىستىبدات ھۆكۈمەت.

**حُكُومَةٌ مَلِكِيَّةٌ** : پادىشاھلىق ھۆكۈمەت.

**حُكُومَةٌ نِيَابِيَّةٌ** : پارلامېنت تۈزۈمىدىكى ھۆكۈمەت.

**حُكُومِيٌّ** : ھۆكۈمەتكە خاس ، ھۆكۈمەتكە ئائىت.

**حُكُومِيَّةٌ** : ھۆكۈمەت ئىلكىدىكى ، ھۆكۈمەتنىڭ ، ھۆكۈمەتكە مەنسۇپ.

**مَدْرَسَةٌ حُكُومِيَّةٌ** : دۆلەت باشقۇرۇشىدىكى مەكتەپ.

**أَوَامِرُ حُكُومِيَّةٌ** : ھۆكۈمەتنىڭ ئەمر-پەرمانلىرى.

**حَكَى يَحْكِي حِكَايَةً** : رىۋايەت قىلدى ، ھېكايە قىلدى ، تارقاتتى.

**حَكَى قِصَّةً** : ھېكايە سۆزلىدى.

**حَكَى عَلَيْهِ** : سۆخەنچىلىك قىلدى.

**حَكَى الشَّيْءَ** : ئوخشاپ قالدى.

**حَكَى عَنْهُ الْحَدِيثَ** : ھېكايە سۆزلىدى.

**حَكِيمٌ ج حُكَمَاءُ** : دانا ، دانىشمەن ؛ پەيلاسوپ ؛ تېۋىپ ، دوختۇر ، ھېكىم.

**«ذَلِكَ نَتْلُوهُ عَلَيْكَ مِنَ الآيَاتِ وَالذِّكْرِ الْحَكِيمِ»**

**«قرآن»** : (ئى مۇھەممەد!) بۇ بولسا ساڭا بىز ئوقۇپ بېرىۋاتقان ئايەتلەردۇر ۋە ھېكمەتلىك قۇرئاندۇر.

**حَكِيمُ الْعُيُونِ** : كۆز دوختۇرى.

**اَلذِّكْرُ الْحَكِيمُ** : قۇرئان كەرىم.

**أُسْلُوبٌ حَكِيمٌ** : دانا ئۇسلۇب.

**رَأْيٌ حَكِيمٌ** : ئاقىلانە پىكىر.

**حَكِيٌّ** سۆخەنچى ، گەپ توشۇغۇچى.

**حَلاَ يَحْلُو حَلاَوَةً وَ حُلْوًا** : تاتلىق بولدى، شېرىن بولدى، تەملىك بولدى، پىشتى.

**حِلاَبٌ ج حُلُبٌ** : سۈت چېلىكى؛ سۈت سېغىش ئەسۋابى.

**حِلاَبَةٌ** : سۈتچىلىك، سۈت ئىشلەپچىقىرىش.

**حُلاَحِلٌ** : سەلتەنەتلىك ئاقساقىلى، قەۋمنىڭ باشلىقى، يۈكسەك ئادەمگەرچىلىككە ئىگە ئېسىل ئادەم.

**حِلاَقَةٌ** : ساتىراشلىق كەسپى.

**صَابُونُ الْحِلاَقَةِ** : چاچ - ساقال ئالىدىغان سوپۇن.

**صَالُونُ الْحِلاَقَةِ** : ساتىراشخانا.

**فُرْشَاةُ الْحِلاَقَةِ** : چاچ - ساقال ئالغاندا ئىشلىتىدىغان چوتكا.

**آلَةُ الْحِلاَقَةِ** : ئۇستىرا، چاچ ساقال ئېلىش ماشىنىسى.

**مَاكِينَةُ الْحِلاَقَةِ** : چاچ - ساقال ئېلىش ماشىنىسى.

**حَلاَلٌ** : ھالال، شەرىئەتتە دۇرۇس سانالغان ئىشلار.

**اِبْنُ حَلاَلٍ** : قانۇنلۇق بالا؛ ياخشى ئادەم.

**حِلاَلٌ** : تورالغۇ جاي، مەھەللە، سورۇن.

**حِلاَلٌ** : سەپەر يۈكى.

**حَلاَوَةٌ** : تاتلىق، شېرىن، تەملىك، ھالاۋەت، قەن-گېزەك، لەززەتلىك، مەززىلىك.

**حَلاَوَى** : تاتلىق، شېرىن، تەملىك، ھالاۋەت، قەن-گېزەك، لەززەتلىك، مەززىلىك.

**حَلاَوِيٌّ ج حَلاَوِيُّونَ** : قەن - گېزەك سودىگىرى.

**حَلَبَ يَحْلُبُ وَ يَحْلِبُ حَلْبًا الْبَقَرَةَ** : ئىنەكنى ساغدى.

**حَلَبَ الدَّهْرَ أَشْطُرَهُ** : ئىسسىق - سوغۇقنى بېشىدىن ئۆتكۈزدى.

**حَلَبَ يَحْلُبُ وَ يَحْلِبُ حَلْبًا وَ حُلُوبًا الْقَوْمُ** : ھەر تەرەپتىن توپلاشتى.

**حَلِبَ يَحْلَبُ حَلَبًا الشَّعْرُ** : چاچ قاپقارا بولدى.

**حَلَبٌ** : ھەلەب (سۈرىيىدىكى بىر شەھەر)؛ سۈت.

**حَلْبَةٌ ج حَلَبَاتٌ وَ حَلاَئِبُ** : چامباشچىلىق مەيدانى، چېلىش مەيدانى، بەيگە مەيدانى؛ بەيگە ئېتى.

**حَلْبَةُ السِّبَاقِ** : بەيگە مەيدانى، مۇسابىقە مەيدانى.

حَلْبَةُ الرَّقْصِ: ئۇسسۇل زالى.

فَارِسُ حَلْبَةٍ: ئۆز ساھەسىدە ھەممىسىنىڭ ئالدىدا ئۆتۈپ چىققۇچى.

حَلَائِبُ: ئاسما، كىشىلەر توپى، جامائەت.

حُلْبَةٌ ج حُلَبٌ: كاۋا؛ قاپاق.

حَلَجَ يَحْلُجُ و يَحْلِجُ حَلْجًا القُطْنَ: پاختىنى چىگىتىدىن ئايرىدى، پاختا چىقاردى.

حَلْحَلَ يُحَلْحِلُ حَلْحَلَةً الشَّيْءَ: قوزغىتىۋەتتى، يىراقلاشتۇرىۋەتتى، نېرى قىلىۋەتتى، يۆتكەۋەتتى، سۈرتىۋەتتى.

حَلْزُونٌ. حَلْزُونَةٌ ج حَلْزُونَاتٌ: قۇلۇلە.

حَلْزُونِيٌّ: قۇلۇلە شەكىللىك.

سُلَّمٌ حَلْزُونِيٌّ: ئايلانما پەلەمپەي.

حَلَسَ يَحْلِسُ حَلْسًا ـ تِ السَّمَاءُ: سىم ـ سىم يامغۇر ياغدى.

حَلِسَ يَحْلَسُ حَلَسًا بِالْمَكَانِ: بىر جايدا مۇقىملاشتى، دائىم تۇردى.

حِلْسٌ وَحَلَسٌ ج أَحْلَاسٌ وَحُلُوسٌ وَحِلَسَةٌ: ئىگەر.

حَلَفَ يَحْلِفُ حَلْفًا: غەزەپلەندى، ئاچچىقلاندى، تەكرار قەسەم ئىچتى.

حَلَفَ فِي الْأَمْرِ: ئالدىرىدى.

حَلِفَ يَحْلِفُ حَلَفًا عَلَيْهِ: ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى.

حَلِفَ فِي الْأَمْرِ: ئالدىرىدى.

حَلِفَ مِنْهُ: زېرىكتى، مالال بولدى.

حَلَفَ يَحْلِفُ حَلْفًا وَ حِلْفًا الشَّخْصَ: قەسەم قىلدى، قەسەم ئىچتى، قەسەم قىلىپ بەردى.

حَلَفَ لَهُ عَلَى ...: قەسەم قىلىپ بەردى.

حَلَفَ الْيَمِينَ: قەسەم بەردى.

«حَلَفَ الْمُتَّهَمُ يَمِينًا أَنَّهُ بَرِيءٌ مِمَّا نُسِبَ إِلَيْهِ»: تۆھمەت قىلىنغۇچى ئۆزىگە تۆھمەت قىلىنغان نەرسىلەرنىڭ يوقلۇقى توغرىسىدا قەسەم قىلدى.

حِلْفٌ ج أَحْلَافٌ: ئىككى تەرەپ ئوتتۇرىسىدا تۈزۈلگەن ھەمكارلىشىش كېلىشىمى، ئىتتىپاق، شەرتنامە؛ دوستلۇق؛ دوست.

حِلْفَانٌ: قەسەم.

اَلْحِلْفُ الْأَتْلَنْطِيُّ. اَلْحِلْفُ الْأَطْلَسِيُّ: ئاتلانتىك ئوكيان ئىتتىپاقى.

حِلْفٌ عَسْكَرِيٌّ: ھەربىي ئىتتىپاق.

حِلْفٌ كَاذِبٌ: يالغان قەسەم.

اَلْحِلْفُ الْعَرَبِيُّ: ئەرەب ئىتتىپاقى.

أَحْلَافُ بُؤْسٍ وَ مَتْرَبَةٍ: يوقسۇز، نامرات.

حُلَفَاءُ: قومۇش؛ بامبۇك.

اَلْحُلَفَاءُ: ئىككىنچى دۇنيا ئۇرۇشى مەزگىلىدىكى ئىتتىپاقداش دۆلەتلەر، ئاتتانتا دۆلەتلىرى.

حَلَقَ يَحْلِقُ حَلْقًا الشَّعْرَ: چېچىنى ئالدى، چاچنى چۈشۈردى.

حَلَقَ ذَقَنَهُ: ساقىلىنى ئالدى، چۈشۈردى.

«أَحْلِقُ شَعْرِي بِالْمُوسَى»: چېچىمنى ئۇستىرا بىلەن چۈشۈرىمەن.

حَلْقٌ: ئۇستىرا بىلەن چاچ چۈشۈرۈش.

حَلْقٌ ج أَحْلَاقٌ وَ حُلُوقٌ وَ حُلْقٌ: گال، كېكىرتەك، ھەلقۇم.

حُرُوفُ الْحَلْقِ: بوغۇزدىن چىقىدىغان ھەرپلەر.

حَلْقُ الْبَابِ: كېشەك.

حَلْقُ الشُّبَّاكِ: دېرىزىنىڭ كېشىكى.

حَرْفُ الْحَلْقِ: بوغۇز تاۋۇشى.

سَقْفُ الْحَلْقِ: يۇقىرى تاڭلاي.

حَلْقٌ ج حِلْقَانٌ: ھالقا، زىرە، سىرغا.

حَلْقَةٌ ج حَلَقَاتٌ وَ حَلَقٌ: ھالقا، سىرغا، ئۈزۈك؛ بىلەيزۈك؛ دائىرە؛ ھالقا؛ چۆرىدەپ ئولتۇرغان كىشىلەر.

«كَانَ حَلْقَةَ اتِّصَالٍ بَيْنَ عَدَدٍ مِنَ الْأُدَبَاءِ»: ئۇ بىر قانچە ئەدىبلەرنىڭ ئارىسىدا مۇناسىۋەت ھالقىسى بولغانىدى.

«تَلَقَّى الْعِلْمَ فِي حَلْقَةِ فُلَانٍ»: پالانىنىڭ ئىلمىي سورۇنىدا ئىلىم تەھسىل قىلدى.

حَلْقَةٌ دِرَاسِيَّةٌ: ئىلمىي تەتقىقات كۇرژوكى.

حَلْقَةُ سَاعَةِ الْجَيْبِ: يانچۇق سائەتنىڭ زەنجىرى، يانچۇق سائەت ھالقىسى.

حَلْقَةُ شُرْبٍ: زىياپەت، چاي.

**حَلْقَةُ السَّمَكِ:** بېلىق بازىرى.

**حَلْقَةُ الْقُطْنِ:** پاختا بازىرى.

**اَلْحَلْقَةُ الْمَفْقُودَةُ:** قولدىن كەتكەن ھالقا.

**حَلْقَةُ الْمَلاَكَمَةِ:** بوكسيورلۇق سورۇنى.

**فِي الْحَلْقَةِ السَّادِسَةِ مِنْ عُمْرِهِ:** ئەللىك ياش بىلەن ئاتمىش ياش ئارىلىقىدا.

**«كَالْحَلْقَةِ الْمُفْرَغَةِ لاَيُدْرَى أَيْنَ طَرَفَاهَا»:** باش-ئايىغىنى تېپىپ بولمايدىغان ئىش، كېسىپ بىر نەرسە دېيىش قىيىن بولغان ئىش .

**حَلْقَةُ الْمِفْتَاحِ:** ئاچقۇچ ئۆتكۈزىدىغان ھالقا.

**حَلْقَةُ الْقَوْمِ:** چۆرىدەپ ئولتۇرغان كىشىلەر.

**حَلْقَةٌ مُفْرَغَةٌ:** باش ـ ئايىغى يوق ئىش، چېكى يوق ئىش.

**حَلْقَةٌ مِنَ السِّلْسِلَةِ:** زەنجىر ھالقا.

**حَلْقَةُ اتِّصَالٍ:** تۇتاشتۇرۇش ھالقىسى.

**حَلْقَةُ الْبَابِ:** ئىشىك ۋە دەرۋازا ھالقىسى.

**حَلْقَةُ تَجَسُّسٍ:** جاسۇسلۇق تورى.

**حَلَقَاتُ الْأَذْكَارِ. حَلَقَةُ الذِّكْرِ:** ئەھلى تەسەۋۋۇپنىڭ زىكرى سۆھبەت ھالقىسى.

**«كَانُوا يَجْلِسُونَ حَلَقًا وَ تُوضَعُ لَهُمْ مَوَائِدُ»:** ئۇلار دائىرە بولۇپ ئولتۇراتتى ۋە ئۇلار ئۈچۈن داستىخانلار سېلىناتتى.

**«قَدِاتَّخَذَتْ فِي أَنْفِهَا حَلْقَةً مِنَ الذَّهَبِ كَبِيرَةً»:** ئۇ بۇرنىغا ئاللىقاچان ئالتۇندىن سوقۇلغان ھالقىنى ئۆتكۈزۈۋالغانىدى.

**حُلْقُومٌ ج حَلاَقِمُ و حَلاَقِيمُ:** كېكىرتەك، بوغۇز، گال، ھەلقۇم، كاناي.

**«فَلَوْلاَ إِذَا بَلَغَتِ الْحُلْقُومَ وَأَنْتُمْ حِينَئِذٍ تَنْظُرُونَ»:** جان ھەلقۇمغا يەتكەن چاغدا (سەكراتتىكى كىشىگە) قاراپ تۇرىسىلەر.

**حَلْقِيٌّ:** ھالقىسىمان، ئايلانما، ھالقا شەكىللىك، ئۇستۇن تاڭلايلىق.

**اَلْحُرُوفُ الْحَلْقِيَّةُ:** بوغۇز تاۋۇشلىرى.

**حَلِكَ يَحْلَكُ حُلُوكَةً و حَلَكًا الشَّيْءُ:** قاپقاراڭغۇ بولۇپ كەتتى.

**حَلَكَ اللَّيْلُ:** زۇلمەت باستى، قاراڭغۇ چۈشتى، قارايدى ، قاراڭغۇ چۈشتى.

**حَلَكَتِ الدُّنْيَا:** قاراڭغۇلۇق باستى.

**حَلِكٌ:** قاپقاراڭغۇ.

**حَلْكَاءُ:** بىر خىل كەسلەنچۈك.

**حَلَكٌ. حُلْكَةٌ:** قاراڭغۇ زۇلمەت، تۈن قاراڭغۇسى، قاراراڭ.

**حُلْكَةٌ:** بىر خىل كەسلەنچۈك.

**حَلْكِيٌّ:** بىر خىل كەسلەنچۈك.

**حَلَّ يَحُلُّ حَلاًّ الْعُقْدَةَ:** تۈگۈننى يەشتى.

**«فَكِّرْ جَيِّدًا تَجِدْ حَلاًّ لِمُشْكِلَتِكَ»:** سەن ئوبدان ئويلان، مەسىلەڭنىڭ ھەل قىلىش چارىسىنى تاپىسەن.

**حَلَّ الْمَسْأَلَةَ الْحِسَابِيَّةَ:** ماتېماتىكىلىق مەسىلىنى يەشتى.

**حَلَّ الْحِزْبَ السِّيَاسِيَّةَ:** سىياسىي پارتىيىنى تارقىتىۋەتتى.

**حَلَّ الْمَسْأَلَةَ:** مەسىلىنى ھەل قىلدى.

**حَلَّ الرَّمْزَ:** نومۇر، سىر قاتارلىقلارنى پەرق ئەتتى.

**حَلَّ الْمَكْتُوبَ بِالْجِفْرِ:** سىرىر بىلەن يېزىلغان خەتنى يەشتى (تەرجىمە قىلدى).

**حَلَّ الشَّرِكَةَ أَوِ الْمَجْلِسَ:** شىركەت ياكى يىغىننى تارقىتىۋەتتى.

**حَلَّ مِنْ كَذَا:** يەشتى، ئاچتى، توختاتتى، خالاس قىلدى.

**حَلَّ يَحُلُّ و يَحِلُّ حُلُولاً:** چۈشتى، نازىل بولدى.

**حَلَّ مِنْهُ مَحَلَّ الْإِسْتِحْسَانِ:** ئاپىرىن ئوقۇشقا ئېرىشتى.

**حَلَّ غَضَبُ اللّٰهِ عَلَيْهِ:** ئاللاھنىڭ غەزىپى چۈشتى.

**«وَلاَ تَطْغَوْا فِيهِ فَيَحِلَّ عَلَيْكُمْ غَضَبِي» (قرآن):** بۇ ھەقتە چەكتىن ئاشماڭلار، (ئۇنداق قىلساڭلار) سىلەرگە غەزىپىم نازىل بولىدۇ.

**حَلَّ بِالْمَكَانِ:** چۈشتى، قوندى.

**«أَوْ تَحُلُّ قَرِيبًا مِنْ دَارِهِمْ» (قرآن):** بالا ئۇلارنىڭ يۇرتىغا يېقىن بىر جايغا چۈشىدۇ.

**حَلَّ اللُّغْزَ**: تېپىشماق يەشتى، مۇئەممانى يەشتى.

**حَلَّ عُقْدَةَ لِسَانِهِ**: كېكەچنىڭ تىلىنى راۋان قىلدى.

**حَلَّ رُمُوزَ الرِّسَالَةِ**: خەتنىڭ شىفىرلىرىنى يەشتى.

**حَلَّ مَحَلَّ كَذَا**: ئورنىنى ئالدى، ئورنىنى باستى.

**«قَدْ حَلَّتِ الْآنَ الْجَرَّارَةُ وَالْحَصَّادَةُ مَحَلَّ الْمِحْرَاثِ وَالْمِنْجَلِ فِي الْقَرْيَةِ»**: هازىر يېزىدا بوقۇسا، ئورغاقلارنىڭ ئورنىنى تىراكتور ۋە كومبايىنلار ئالدى.

**حَلَّ بِهِ الْأَمْرُ**: يولۇقتى.

**حَلَّ الشَّيْءُ مَحَلَّهُ**: ئورنىنى باستى.

**«اَلْجَدِيدُ يَحِلُّ مَحَلَّ الْقَدِيمِ»**: كونىنىڭ ئورنىنى يېڭى باسىدۇ، كونا بىلەن يېڭى ئورۇن ئالمىشىدۇ.

**حَلَّ يَحِلُّ حِلًّا الشَّيْءُ**: هالال بولدى، مۇباھ بولدى.

**«لَاهُنَّ حِلٌّ لَهُمْ وَلَاهُمْ يَحِلُّونَ لَهُنَّ»** «قرآن»: ئۇلار كۇففارلارغا هالال ئەمەس، كۇففارلارمۇ ئۇلارغا هالال ئەمەس.

**حَلَّ اللَّوْنُ**: رەڭگى ئۆڭدى، ئۆڭۈپ كەتتى.

**حَلَّ الشِّتَاءُ أَوِ الصَّيْفُ**: قىش ياكى ياز كەلدى.

**حَلَّ الدَّيْنُ**: قەرزنى ئادا قىلىشقا تېگىشلىك بولدى، قەرزنىڭ ۋاقتى توشتى.

**«فَإِنْ طَلَّقَهَا فَلَا تَحِلُّ لَهُ مِنْ بَعْدُ حَتَّى تَنْكِحَ زَوْجًا غَيْرَهُ»** «قرآن»: ئەگەر ئۇنى تالاق قىلسا، باشقا ئەرگە تەگمىگىچە ئۇنىڭغا دۇرۇس بولمايدۇ.

**حَلٌّ ج حُلُولٌ**: يېشىمۇەتمەك، تارقىتىۋەتمەك، هەل قىلماق، قويىۋەتمەك، بىكار قىلماق.

**حَلٌّ مُوَفَّقٌ**: ئوڭۇشلۇق هەل بولۇش.

**حَلٌّ مِنْ خَطِيئَةٍ**: كەچۈرۈم قىلىش.

**حَلٌّ الشَّرِكَةِ**: شىركەتنى تارقىتىۋېتىش، يېپىش، توختىتىش.

**حَلٌّ وَسَطِيٌّ**: مۇرەسسەچىلىك.

**أَهْلُ الْحَلِّ وَ الْعَقْدِ**: هاكىمىيەت ئۈستىدىكىلەر، ئىش ئۈستىدىكىلەر، نوپۇزلۇق ئەربابلار، كېيى ئۆتىدىغان نوپۇزلۇق ئەربابلار.

**أَهْلُ الْحَلِّ وَ الرَّبْطِ**: هاكىمىيەت ئۈستىدىكىلەر، ئىش ئۈستىدىكىلەر، نوپۇزلۇق ئەربابلار، گېپى ئۆتىدىغان نوپۇزلۇق ئەربابلار.

**«لَا يُمْكِنُ إِيجَادُ حَلٍّ لِأَزْمَةِ الشَّرْقِ الْأَوْسَطِ بِدُونِ إِحْتِرَامِ حَقِّ الْفِلَسْطِينِيِّينَ فِي تَقْرِيرِ مَصِيرِهِمْ»**: پەلەستىنلىكلەرنىڭ ئۆز تەقدىرىنى ئۆزى بەلگىلەش هوقۇقى هۆرمەتلەنمەي تۇرۇپ، ئوتتۇرا شەرق كرىزىسىنى هەل قىلىش مۇمكىن ئەمەس.

**«اِقْرَأِ الْأَسْئِلَةَ بِدِقَّةٍ قَبْلَ كِتَابَةِ الْحَلِّ»**: جاۋاب يېزىشتىن بۇرۇن سوئاللارنى دىققەت بىلەن ئوقۇ!

**حَلَّابٌ**: سۈتچى، سۈت ساغقۇچى.

**حَلَّاجُ الْقُطْنِ**: پاختا چىقارغۇچى؛ چىغرىق.

**حِلَّاسٌ**: ئۆي ئىچىلىك كىيىم، ئاددىي كىيىم.

**حَلَّاقٌ**: ساتىراش، چاچ ياسىغۇچى.

**حَلَّالٌ**: چىگىش مەسىلىلەرنى هەل قىلغۇچى، مەسىلىلەرنى هەل قىلىشتا ماهىر.

**كُلُّ عُقْدَةٍ وَ لَهَا حَلَّالٌ**: يېشىلمەيدىغان چىگىك يوق.

**حِلَّةٌ**: كىشىلەرنىڭ تۇرالغۇسى، مەهەللە، سورۇن.

**حُلَّةٌ ج حُلَلٌ**: ئۇزۇن يېڭى كىيىم، بىر يۈرۈش كىيىم، ئۈستىباش.

**حَلَّسَ يُحَلِّسُ تَحْلِيسًا بِالْمَكَانِ**: مەلۇم بىر جايغا جايلاشتى، ئورۇنلاشتى، مۇقىملاشتى، ئولتۇراقلاشتى.

**حَلَّفَ يُحَلِّفُ تَحْلِيفًا**: قەسەم قىلدۇردى، قەسەم ئىچكۈزدى، قەسەم ئىچىشنى تەلەپ قىلدى.

**حَلَّقَ يُحَلِّقُ تَحْلِيقاً الشَّيْءَ**: نەرسىنى ئورىۋالدى، چۆرىدىدى.

**حَلَّقَ الشَّاعِرُ وَ الْأَدِيبُ**: ئەدىب، شائىر يۈكسەك دەرىجىدە ئىجاد قىلدى.

**حَلَّقَ الطَّائِرُ**: قۇش ئەگىدى.

**حَلَّقَ النَّجْمُ**: يۇلتۇز كۆرۈندى.

**حَلَّقَ بِبَصَرِهِ إِلَى كَذَا**: كۆز تىكتى، كۆزىنى

كۆتىرىپ قارىدى.

حَلَّقَ شَارِبَهُ: بۇرۇتىنى چۈشۈردى.

«حَلَّقَتِ الطَّائِرَةُ فَوْقَ الْعَاصِمَةِ» : ئايروپىلان پايتەخت ئۈستىدە ئايلاندى.

حَلَّقُوا عَلَى الْخِوَانِ: شىرەنى چۆرىدەپ ئولتۇردى.

حَلَّلَ يُحَلِّلُ تَحْلِيلاً: تەھلىل قىلدى، ئانالىز قىلدى.

حَلَّلَ الشَّيْءَ: نەرسىنى ھالال قىلدى، مۇباھ قىلدى.

حَلَّلَ الْكَلاَمَ: سۆزلەرنى تەھلىل قىلدى، ئانالىز قىلدى.

حَلَّلَ الْبَوْلَ: سۈيدۈك تەكشۈردى.

حَلَّلَهُ مِنْ ذَنْبِهِ: گۇناھىدىن ئۆتتى، گۇناھىنى كەچۈرۈم قىلدى.

حَلَّلَ الْيَمِينَ: كەففارەت بېرىپ قەسەمدىن چىقتى.

حَلَّلَ الذَّرَّةَ: ئاتومنى پارچىلىدى.

حَلَّلَ الْوَرَمَ: ئىششىقنى ياندۇردى.

«حَلَّلَ النَّاقِدُ هَذِهِ الْمَسْرَحِيَّةَ تَحْلِيلاً مُوَفَّقًا» : ئوبزورچى بۇ تىياتىرنى ناھايىتى توغرا تەھلىل قىلدى.

حِلَّوقٌ ج حَلاَلِيقُ / حِلَّوقٌ: ياۋا چوشقا، ئەركەك چوشقا، چوشقا.

حَلَّى يُحَلِّي تَحْلِيَةً: تاتلىق قىلدى.

حَلَّى الشَّيْءَ: نەرسىنى بېزىدى، زىننەتلىدى، ھەل بەردى.

حَلَمَ يَحْلُمُ حِلْمًا وَ حُلْمًا: چۈش كۆردى، چۈشىدە كۆردى، بالاغەتكە يەتتى؛ ئىھتىلام بولدى.

«لَقَدْ حَلَمْتُ لَيْلَةَ أَمْسِ كَأَنِّي طِرْتُ إِلَى السَّمَاءِ» : تۈنۈگۈن كەچ كۆرگەن چۈشۈمدە مەن ئاسماندا ئۇچۇۋاتقۇدەكمەن.

«وَإِذَا بَلَغَ الأَطْفَالُ مِنْكُمُ الْحُلُمَ فَلْيَسْتَأْذِنُوا كَمَا اسْتَأْذَنَ الَّذِينَ مِنْ قَبْلِهِمْ» (قرآن) : كىچىك بالىلىرىڭلار بالاغەتكە يەتكەندە، ئۇلار ئىلگىرىكىلەر (يەنى چوڭلار كىرىشتە) ئىجازەت سورىغاندەك (ئۆيگە كىرىشتە ھەممە ۋاقىت) ئىجازەت سورىسۇن.

حَلُمَ يَحْلُمُ حِلْمًا: مۇلايىم بولدى، يۇمشاق بولدى، كەچۈردى، ئېپۇ قىلدى.

حُلْمٌ ج أَحْلاَمٌ: چۈش، بالاغەتكە يېتىش ۋاقتى، بالاغەتكە يەتكەن مەزگىل.

«وَمَانَحْنُ بِتَأْوِيلِ الأَحْلاَمِ بِعَالِمِينَ» (قرآن) : بىز (مۇنداق) قالايمىقان چۈشكە تەبىر بېرىشنى ئۇقمايمىز.

بَلَغَ إِلَى حُلُمٍ: بالاغەتكە يەتتى، ياش قورامىغا يەتتى، ياش قورامىغا توشتى.

اَلْحُلْمُ الْجَمِيلُ: شېرىن چۈش.

حُلْمُ الأُذُنِ: قۇلاقنىڭ يۇمشىقى.

أَضْغَاثُ الأَحْلاَمِ: قالايمىقان چۈش، ئېگىز - پەس چۈش.

عَالَمُ الأَحْلاَمِ: چۈشىدە كۆرگەندەك تۇيغۇ، خىيالىي دۇنيا.

حِلْمٌ ج أَحْلاَمٌ وَ حُلُمٌ: مۇلايىملىق، سەۋرچانلىق، تەمكىنلىك؛ پۇختا، چىدامىلىق، پىششىق؛ كەڭ قورساقلىق.

خَرَجَ مِنْ حِلْمِهِ: ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى، چىچىلدى، تېرىكتى.

حَلَمَةٌ ج حَلَمَاتٌ وَ حَلَمٌ: ئەمچەك تۇپچىسى.

حَلَمَةٌ صِنَاعِيَّةٌ: سوسكا.

حَلَمَةٌ صَغِيرَةٌ: ئەمچەك تۇپچىسى.

حَلَمِيٌّ: ئەمچەك تۇپچىسىدەك؛ تەييار تاپلىق، پارا- زىتلىق، تېكىنخورلۇق.

حَيَوَانٌ حَلَمِيٌّ: پارازىت قۇرت.

حُلْمِيٌّ: چۈشىدە كۆرگەندەك؛ خام - خىيال.

حَلَوَاءُ: قەنت - گېزەك، تاتلىق - تۈرۈم.

حُلْوَانٌ: تاپان ھەققى، چاي پۇلى، مۇكاپات پۇل؛ پارا؛ ئايالنىڭ مەھرى.

حَلْوَانِيٌّ: قەنت - گېزەك ساتقۇچى، قەنت - گېزەك سودىگىرى، ھالۋا ئىشلىگۈچى، قەنت - گېزەك ياسىغۇچى.

حَلُوبَةٌ ج حَلاَئِبُ: سۈتلۈك ھايۋان.

بَقَرَةٌ حَلُوبٌ: سۈتلۈك ئىنەك.

مَاشِيَةٌ حَلُوبٌ: سۈتلۈك چارپاي.

حَلُومٌ: قايماق، پىشلاق.

حُلْوٌ: تاتلىق، شېرىن، لەززەتلىك، مەززىلىك؛ چىرايلىق، گۈزەل.

زَيْتٌ حُلْوٌ: چىگىت يېغى.

مَاءٌ حُلْوٌ: تاتلىق سۇ.

حَلَوِيَّاتٌ: تاتلىق، شېرىن، تەملىك، ھالاۋەت، قەنت ـ گېزەك، لەززەتلىك، مەززىلىك.

حَلِيَ يَحْلَى حَلْيًا مِنْهُ بِخَيْرٍ: پايدا قازاندى.

حَلِيَ الشَّيْءُ لَهُ فِي عَيْنَيْهِ: مەمنۇن بولدى، قانائەتلەندى، چىرايلىق كۆرۈندى.

حَلِيَتِ الشَّجَرَةُ: دەرەخ ياپراق چىقاردى، مېۋە بەردى.

حَلِيَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال زىبۇ زىننەتنى تاقىدى.

حَلَى يَحْلِي حَلْيًا الْمَرْأَةَ: ئايالنى . . . بىلەن بېزىدى.

حَلَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال ياساندى.

حَلْيٌ ج حُلِيٌّ وَ حِلِيٌّ: زىبۇ زىننەت بۇيۇملىرى، بېزەك.

حَلِيبٌ: سۈت.

حَلِيبٌ مُكَثَّفٌ: سۈت كونسېرۋاسى.

حَلِيبُ أُمِّهِ عَلَى فَمِهِ: ئاغزىدىن ئانىسىنىڭ سۈتى تېمىپ تۇرغان.

بَائِعُ الْحَلِيبِ: سۈتچى، سۈت ساتقۇچى.

مَسْحُوقُ الْحَلِيبِ: سۈت پاراشوكى.

حَلِيتٌ: مۇز، توڭ، قىرو.

حِلْيَةٌ ج حِلًى وَ حُلًى: زىبۇ زىننەت بۇيۇملىرى، بېزەك.

«وَمِنْ كُلٍّ تَأْكُلُونَ لَحْمًا طَرِيًّا وَتَسْتَخْرِجُونَ حِلْيَةً تَلْبَسُونَهَا» ‹قرآن› : ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسىدىن يېڭى گۆشلەرنى (يەنى بېلىقلارنى) يەيسىلەر، (دېڭىزدىن) سىلەر تاقايدىغان زىننەت بۇيۇملىرى (يەنى ئۈنچە ـ مارجانلار) نى چىقىرىسىلەر.

حِلْيَةُ الرَّجُلِ: سۈپىتى، شەكلى، قىياپىتى.

قُطْنٌ حَلِيجٌ: ساپ پاختا.

حَلِيفٌ ج حُلَفَاءُ: ئىتتىپاقچى، ئىتتىپاقداش.

حَلِيفُ الْجُودِ: سېخىي، مەرد.

حَلِيفُ الْفَصَاحَةِ: پاساھەتلىك ناتىق، سۆزمەن.

«كَانَ النَّجَاحُ حَلِيفِي» : مۇۋەپپەقىيەت قازاندىم.

حَلِيقٌ ج حِلَاقٌ وَحَلْقَى: چۈشۈرۈۋېتىلگەن چاچ ـ ساقال.

حَلِيقُ الذَّقَنِ: ساقىلى ئېلىنغان.

حَلِيلٌ ج أَحِلَّاءُ: ئەر، جورا.

حَلِيلَةٌ ج حَلَائِلُ: ئايالى، جورىسى، خوتۇنى.

«وَحَلَائِلُ أَبْنَائِكُمُ الَّذِينَ مِنْ أَصْلَابِكُمْ» ‹قرآن› : يەنى ئۆز پۇشتىڭلاردىن بولغان بالىلىرىڭلارنىڭ ئاياللىرىنى ئېلىشىڭلار ھارام قىلىندى.

حَلِيمٌ حَلِيمَةٌ م ج حُلَمَاءُ: مۇلايىم، يۇمشاق، سەۋرچان، تەمكىن، كەڭ قورساق، چىدامىلىق.

اَلْحَلِيمُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بىرى بولۇپ «بەندىلىرىنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدىغان زات» دېگەن مەنىدە.

«وَلَقَدْ عَفَا اللّٰهُ عَنْهُم إِنَّ اللّٰهَ غَفُورٌ حَلِيمٌ» ‹قرآن› : ئاللاھ ھەقىقەتەن ئۇلارنى ئەپۇ قىلدى، ئاللاھ ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى ھەلىمدۇر (يەنى ئاسىيلىق قىلغانلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ).

حُلَيْمَةٌ صَغِيرَةٌ: ئەمچەك تۇپچىسى.

حَلِيٌّ. حَلِيَّةٌ: شېرىن، تاتلىق، مەززىلىك، لەززەتلىك، شېرىن سۆزلەر.

حَمَاءٌ. حَمَأَةٌ: سېسىق قارا لاي.

غَرِقَ فِي حَمَاءٍ: لايغا پېتىپ قالدى.

حَمَاةٌ ج حَمَوَاتٌ: قېيىنانا.

حِمَارٌ ج حَمِيرٌ وَ أَحْمِرَةٌ وَ حُمُورٌ وَ حُمُورَاتٌ: ئېشەك.

«وَالْخَيْلَ وَالْبِغَالَ وَالْحَمِيرَ لِتَرْكَبُوهَا وَزِينَةً» ‹قرآن› : ئاللاھ ئاتنى، خېچىرنى ۋە ئېشەكنى مىنىشىڭلار ئۈچۈن ۋە زىننەت ئۈچۈن ياراتتى.

حِمَارُ الزَّرَدِ: ياۋا تاغىل ئات.

حِمَارُ الْوَحْشِ: ياۋا ئېشەك، قۇلان.

**حِمَارَةٌ ج حَمَائِرُ:** مادا ئېشەك.

**حَمَاسٌ . حَمَاسَةٌ:** قەھرىمانلىق؛ قىزغىنلىق.

**«عِنْدَهُمْ حَمَاسَةٌ عَالِيَةٌ فِي الْعَمَلِ» :** ئۇلارنىڭ ئەمگەك قىزغىنلىقى يۇقىرى.

**حَمَاسِيٌّ:** قىزغىنلىققا مۇناسىۋەتلىك، روھلۇق، تېتىك.

**حُمَاقٌ:** چېچەك، سۇ چېچەك.

**حَمَاقَةٌ:** گالۋاڭ بولماق، نادان بولماق، ئەخمەق بولماق.

**حِمَالَةٌ ج حَمَائِلُ:** باغ، (نەرسىنىڭ بېغى)، هامالچىلىق.

**حِمَالَةُ الْوِعَاءِ:** قاچىنىڭ بېغى.

**حَمَامٌ ج حَمَائِمُ:** كەپتەر.

**بُرْجُ الْحَمَامِ:** كەپتەر قەپىسى، كەپتەرخانا.

**حَمَامٌ جَبَلِيٌّ:** ياۋا كەپتەر.

**حَمَامٌ بَرِّيٌّ:** ياۋا كەپتەر.

**حَمَامُ الزَّاجِلِ:** خەۋەرچى كەپتەر، خەت كەپتىرى.

**حَمَامٌ مُتَوَّجٌ:** تاجلىق كەپتەر.

**رَعْيُ الْحَمَامِ:** كەپتەر بېقىش.

**حَمَامٌ مُطَوَّقٌ:** پاختەك.

**حَمَامٌ هَزَّازٌ:** يەملىكى تومپىيىپ چىققان كەپتەر، پوقاق كەپتەر.

**حُمَامَةٌ:** تېرىنىڭ قىزىللىقى؛ بىر خىل ئۆسۈملۈك.

**حِمَامٌ:** ئۆلۈم، ئەجەل، ھالاكەت.

**حَمَامَةٌ ج حَمَائِمُ:** كەپتەر؛ چىرايلىق ئايال، گۈزەل ئايال.

**حَمَامَةُ السَّلَامِ:** تىنچلىق كەپتىرى.

**حِمَايَةٌ:** قوغدىماق، ساقلىماق، مۇھاپىزەت قىلماق.

**حِمَايَةُ الْبِيئَةِ:** مۇھىت ئاسراش، مۇھىتنى قوغداش.

**حِمَايَةٌ دَوْلِيَّةٌ:** جاھانگىر دۆلەتلەرنىڭ كىچىك ۋە ئاجىز دۆلەتلەرگە بولغان قوغداش تۈزۈمى.

**اَلْحِمَايَةُ الْجُمْرُكِيَّةُ:** قوغدىنىش چېگرا بېجى.

**حِمَايَةُ الْأُمُومَةِ:** ئانا ـ بالىلارنىڭ ساقلىقىنى ساقلاش، ئاياللارنى قوغداش.

**حَمَأَ يَحْمَأُ حَمْأً الْبِئْرَ:** قۇدۇقنى تازىلىدى، پاكىزلىدى، لايىنى ئادالىدى.

**حَمِئَ يَحْمَأُ حَمْأً عَلَيْهِ:** ئۇنىڭغا ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى.

**حَمِئَتِ الْبِئْرُ:** قۇدۇق تىنىپ كەتتى، لاتقىلىشىپ كەتتى.

**حَمِئَ الْمَاءُ:** سۇ لېيىلەندى ، تەمى ئۆزگىرىپ كەتتى.

**حُمَّةٌ:** تىكەن، نەشتەر.

**حَمْحَمَ يُحَمْحِمُ حَمْحَمَةً الْحِصَانُ:** ئايغىر كىشنىدى.

**حَمْحَمَةٌ:** كىشنەش.

**حَمِدَ يَحْمَدُ حَمْدًا وَ مَحْمَدًا:** ماختىدى، مەدھىيىلىدى، ھەمدۇ سانا ئېيتتى ، رەھمەت ئېيتتى، تەشەككۈر ئېيتتى.

**حَمِدَهُ:** ئۇنىڭغا تەشەككۈر بىلدۈردى.

**حَمِدَ اللّٰهَ:** ئاللاھقا ھەمدۇ سانا ئېيتتى.

**حَمْدٌ:** ماختىماق، مەدھىيىلىمەك، ھەمدۇ سانا ئېيتماق، ئالقىشلىماق.

**«فَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ وَاسْتَغْفِرْهُ إِنَّهُ كَانَ تَوَّابًا»**

‹قرآن›: رەببىڭغا تەسبىھ ئېيتقىن، ھەمدى ئېيتقىن ۋە ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلىگىن، ئاللاھ ھەقىقەتەن تەۋبىنى بەك قوبۇل قىلغۇچىدۇر.

**اَلْحَمْدُ لِلّٰهِ:** ھەمدۇ سانا ئاللاھقا خاس، ئاللاھقا شۈكرى.

**حُمَدَةٌ:** كۆپ ماختىغۇچى، كۆپ مەدھىيىلىگۈچى.

**حَمْدَلَ يُحَمْدِلُ حَمْدَلَةً:** «ئەلھەمدۇ لىللا» دېدى، ئاللاھقا ھەمدۇ سانا ئېيتتى.

**حَمِرَ يَحْمَرُ حَمْرًا الْفَرَسُ:** (بوغۇز ئېغىر كېلىپ) ئاتنىڭ قورسىقى ئېسىلىپ قالدى، كۆپۈپ قالدى.

**حَمِرَ الرَّجُلُ:** كىشى غەزەپلەندى.

**حَمْرٌ:** سېغىز لاي.

**حَمْرَاءُ ج حُمْرٌ:** قىزىل، قىزىل تەنلىك، قىزىل

جىنسلىق؛ قەھەتچىلىك؛ قاتتىق ئىسسىق.

**اَلْهُنُدُ الْحُمْرُ:** ئىندىئانلار.

**اَلْحُرِّيَةُ الْحَمْرَاءُ:** قانلىق كۈرەش ئارقىلىق قولغا كەلگەن ئەركىنلىك.

**لَيْلَةٌ حَمْرَاءُ:** ناخشا ـ تانسا كېچىلىكى، ناخشا ـ ئۇسسۇل كېچىلىكى.

**اَلْأَشِعَّةُ تَحْتَ الْحَمْرَاءِ:** فىزىكا ئىلمىدىكى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان بىر خىل نۇرنىڭ نامى، ئۇلترا بىنەپشە نۇر.

**حُمْرَةٌ:** قىزىللىق.

**حَمْرَةٌ:** لەۋ گىرىمى، لەۋ سۇرۇخ.

**حَمَزَيَحْمِزُحَمْزًا:** ئېچىشتۇردى، تىلىنى قوردى.

**حَمَزَ الشَّفْرَةَ:** قىكىراقنى بىلىدى، قىكىراقنى ئىتتىكلەتتى.

**حَمَسَ يَحْمُسُ و يَحْمِسُ حَمْسًا:** غەزىپىنى قوزغىدى، ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

**حَمَسَ اللَّحْمَ:** گۆشنى قورۇدى.

**حَمَسَ الشَّخْصَ:** غەزەپلەندۈردى، ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

**حَمَسَ بِالشَّيْءِ:** نەرسىگە قىزىقتى، ھەۋەس قىلدى.

**حَمِسَ يَحْمَسُ حَمَسًا:** قىزغىن بولدى؛ باتۇر بولدى، غەيرەتلىك بولدى.

**حَمُسَ يَحْمُسُ حَمَاسَةً:** باتۇر بولدى، شىجائەتلىك بولدى، قەھرىمان بولدى.

**حَمِسٌ:** قىزغىن، غەيرەتلىك.

**حَمْسَاءُ:** قۇرغاقچىلىق.

**سَنَةٌ حَمْسَاءُ:** قۇرغاقچىلىق يىلى.

**حَمَشَ يَحْمُشُ حَمْشًا وَ حَمْشَةً النَّاسَ:** كىشىلەرنى غەزەپلەندۈردى، ئاچچىقىنى كەلتۈردى، توپلىدى.

**حَمِشَ يَحْمَشُ حَمَشًا الرَّجُلُ:** غەزەپلەندى، ئاچچىقلاندى.

**حَمِشَتِ السَّاقُ:** پاچاق ئىنچىكىلەپ كەتتى.

**حَمَصَ يَحْمُصُ يَحْمِصُ حَمْصًا وَ حُمُوصًا الْجُرْحُ:** ئىششىقى ياندى.

**حَمَصَ الدَّوَاءُ الْجُرْحَ:** دورا يارىنى ساقايتتى.

**حَمَصَ الْعَرَقُ عَنِ الْجِسْمِ:** تەر قۇرىدى، تەر تۈگىدى.

**حَمَصَ الدَّابَّةَ:** ئۇلاغنىڭ تەرى قۇرىدى.

**حَمَضَ يَحْمُضُ حَمَضًا عَنْهُ:** يامان كۆردى.

**حَمَضَ بِهِ:** كۆڭلى تارتتى.

**حَمِضَ يَحْمَضُ حَمَضًا:** ئاچچىق ـ چۈچۈك بولدى.

**حَمُضَ يَحْمُضُ حُمُوضَةً الشَّيْءُ:** نەرسە ئاچچىق ـ چۈچۈك بولدى.

**حَمْضٌ ج حُمُوضٌ وَأَحْمَاضٌ:** چۈچۈمەل، ئاچچىق ـ چۈچۈك.

**فُؤَادٌ حَمْضٌ وَ نَفْسٌ حَمْضَةٌ:** يىرگىنىشلىك كىشى.

**شَجَرٌ حَمْضِيٌّ:** قىرتاق تەملىك مېۋىلەر.

**حِمْضٌ:** كىسلاتالىق.

**اَلْحَمْضِيَّاتُ:** لىمونغا ئوخشاش ئاچچىق ـ چۈچۈك مېۋىلەر.

**حَمَطَ يَحْمِطُ حَمْطًا الشَّيْءَ:** سويدى.

**حَمِقَ يَحْمَقُ وَ حَمُقَ يَحْمُقُ حُمْقًا وَحَمَاقَةً:** گالۋاڭ بولدى، ئەخمەق بولدى، تەلۋە بولدى، كاللىسى ئىشلىمەس بولدى، ھاماقەت بولدى.

**حَمِقَتِ السُّوقُ:** بازار كاساتلاشتى.

**حُمْقٌ:** گالۋاڭ بولماق، نادان بولماق، ئەخمەق بولماق.

**حَمْقَانُ:** ئاچچىقى يامان.

**حَمْقِيقُ:** چېچەك، سۇ چېچەك.

**حَمَلَ يَحْمِلُ حَمْلاً:** كۆتۈردى، يۈدىدى، كۆتۈرۈۋالدى، زىممىسىگە ئالدى، ئۈستىگە ئالدى؛ قۇتراتتى.

**«لاَ تَحْمِلِ الْكَلاَمَ عَلَى مَحْمَلِ الْهَزْلِ» :** سۆزنى چاقچاقتا بۇرىمىغىن.

**«إِنَّ مَايَحْمِلُهُ مِنْ مَشَاعِرِ الْوُدِّ وَالْإِخْلاَصِ يَجْعَلُنَا نَثِقُ بِحُسْنِ نِيَّتِهِ» :** ئۇنىڭ دىلىدىكى دوستلۇق ۋە سەمىمىيلىك تۇيغۇلىرى ئۇنىڭ توغرا نىيىتىگە بىزنى ئىشەندۈرگەن قىلدى.

**حَمَلَ عَلَى نَفْسِهِ:** رىيازەت چەكتى.

**حَمَلَ عَنْهُ:** كەلگە قورساق بولدى.

**تَحْمِلُ الْكَلِمَةُ مَعْنًى جَدِيدًا:** يېڭى مەنا بېرىدۇ.

**حَمَلَ الْعِلْمَ:** ئوقۇدى، بىلىم بەردى، ئىلىم رىۋا-يەت قىلدى، نەقىل كەلتۈردى.

**حَمَلَ الْإِسْلَامَ:** مۇسۇلمانچىلىقتا ئەمەل قىلدى.

**«حَمَلَ فُلَانٌ الْحِقْدَ عَلَى فُلَانٍ»:** ئۆچمەنلىك ساقلىدى.

**«حَمَلَ إِلَيْهِ الرِّسَالَةَ»:** ئۇنىڭغا خەت ئېلىپ باردى.

**حَمَلَهُ عَلَى الْأَمْرِ:** قۇتراتتى.

**حَمَلَ الْأَمْرَ مَحْمَلَ الْجِدِّ:** ئەستايىدىل قارىدى، جىددىي تۇتتى.

**حَمَلَ الشَّيْءَ عَلَى الْآخَرِ:** تەڭ ئورۇنغا قويدى، بىر تاياقتا ھەيدىدى.

**حَمَلَ شَهَادَةً:** دىپلومغا ئېرىشتى.

**حَمَلَتِ الشَّجَرَةُ:** دەرەخ مېۋىلىدى، مېۋە بەردى.

**حَمَلَهُ عَلَى غَيْرِ مَحَلِّهِ:** خاتا چۈشەندى، يامان تەرەپكە تارتتى.

**حَمَلَتِ الْمَرْأَةُ:** ئايال ھامىلدار بولدى.

**«فَحَمَلَتْهُ فَانْتَبَذَتْ بِهِ مَكَانًا قَصِيًّا» «قرآن»:** مەريەم ھامىلدار بولدى، (ئائىلىسىدىن) يىراق بىر جايغا كەتتى.

**حَمَلَ لَقَبًا:** نامغا ئېرىشتى، شەرەپلىك نامغا ئېرىشتى.

**حَمَلَ حَمْلَةً عَلَيْهِ:** ھۇجۇم قىلدى، ھەملە قىلدى، ئېتىلدى.

**حَمْلٌ:** كۆتۈرمەك، ئۈستىگە ئالماق؛ 6.249 كىلوگ-رامغا تەڭ ئېغىرلىق؛ ھامىلە؛ كاجۋا؛ مېۋە.

**حَمْلٌ ج أَحْمَالٌ وَ حُمُولٌ:** مېۋە؛ ھامىلدارلىق.

**عَدَمُ الْحَمْلِ:** تۇغماسلىق.

**حَمَلٌ ج حُمْلَانٌ وَ أَحْمَالٌ:** قوزا، يامغۇرلۇق بۇلۇت.

**بُرْجُ الْحَمَلِ:** ھەمەل بۇرجى.

**حِمْلٌ ج أَحْمَالٌ و حُمُولَةٌ:** يۈك؛ كاجۋا؛ ئەپكەش.

**«قَالُوا نَفْقِدُ صُوَاعَ الْمَلِكِ وَلِمَنْ جَاءَ بِهِ حِمْلُ بَعِيرٍ» «قرآن»:** ئۇلار: «پادىشاھنىڭ (تامغى-سى بېسىلغان) قەدەھنى يوقىتىپ قويدۇق، ئۇنى تېپىپ كەلگەن كىشىگە (مۇكاپات ئۈچۈن) بىر تۆگە ئاشلىق بېرىلىدۇ» دېدى.

**حِمْلٌ ثَقِيلٌ:** ئېغىر يۈك.

**حِمْلُ الْبَعِيرِ:** بىر تۆگە يۈك.

**حِمْلَاجٌ ج حَمَالِجُ:** شامال ساندۇقى.

**حَمْلَةٌ ج حَمَلَاتٌ:** ھۇجۇم، تۇيۇقسىز زەربە.

**حَمْلَةٌ إِسْتِكْشَافِيَّةٌ:** چارلاش ھەرىكىتى.

**حَمْلَةٌ حَرْبِيَّةٌ:** ھەربىي يۈرۈش.

**حَمْلَةُ إِعْتِقَالَاتٍ:** باستۇرۇش ھەرىكىتى.

**حَمْلَةُ مَحْوٍ أَوْ مُكَافَحَةِ الْأُمِّيَّةِ:** ساۋاتسىزلىقنى يوقىتىش ھەرىكىتى.

**حَمْلَةٌ إِنْتِخَابِيَّةٌ:** سايلام ھەرىكىتى، سايلام رىقابىتى.

**حَمْلَةٌ شَعْوَاءُ:** قاتتىق ھۇجۇم، شىددەتلىك ھۇجۇم.

**حَمْلَةٌ كَلَامِيَّةٌ:** قەلەم كۈرىشى.

**حَمْلَةٌ حَامِيَةٌ:** تەلۋىلەرچە ھەرىكەت، تەلۋىلىك.

**حَمْلَقَ يُحَمْلِقُ حَمْلَقَةً:** ئالىيىپ قارىدى، تىكى-لىپ قارىدى، چەكچەيدى.

**حَمْلَقَةٌ:** چەكچەيمەك، ئالايماق.

**حِمَلِيٌّ:** سۇ ساتقۇچى، سۇچى، ئەپكەشچى.

**حَمَّ يَحُمُّ حَمًّا الشَّيْءُ:** نەرسە قاپقارا بولۇپ كەتتى.

**حُمَّ لَهُ ذَلِكَ:** تەقدىر قىلىندى، پۈتۈلدى.

**حَمَّ اللهُ الْأَمْرَ:** ئاللاھ تەقدىر قىلدى، ئاللاھ پۈتتى.

**حُمَّ الْقَضَاءُ:** قازا پۈتۈلۈپ كەتكەن، ساقلانغىلى بولمايدىغان.

**حُمَّ الرَّجُلُ:** كىشى تەپ كېسەللى بولدى، كېزىك بولدى.

**حَمَّ يَحُمُّ حَمًّا الْمَاءَ:** سۇنى ئىسسىتتى.

**حَمٌّ:** قىزىقلىق، ئىسسىقلىق.

**حَمُّ الظَّهِيرَةِ:** چىڭقى چۈشتىكى ھاۋانىڭ ئىسسىق-لىقى.

**حُمَمٌ:** يانار تاغنىڭ لاۋىسى.

حَمَمٌ مِنَ الْقَنَابِلِ: بىر دۆۋە بومبا.

حَمَّادٌ: كۆپ ماختىغۇچى، كۆپ مەدھىيىلىگۈچى.

حَمَّارٌ ج حَمَّارَةٌ: ئېشەكچى.

حَمَّارَةٌ ج حَمَّارٌ: قاتتىق ئىسسىق.

حُمَاقٌ: چېچەك ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش بىر خىل كېسەللىك.

حَمَّالٌ: ھاممال، يۈك توشۇغۇچى.

حَمَّالَةٌ: يۈك كۆتۈرگۈچى، ھاممال؛ يۈك كۆتۈرگۈچى ئەسۋاب.

حَمَّالَةُ الصَّدْرِ: لىپىتمەك، باغىرداق.

حَمَّامٌ ج حَمَّامَاتٌ: مۇنچا، سەرراپ.

«كَانَتِ الْحَمَّامَاتُ الْعَامَّةُ وَاسِعَةَ الْإِنْتِشَارِ فِي كَثِيرٍ مِنَ الْمُدُنِ»: ئاممىۋى مۇنچىلار نۇرغۇن شەھەرلەردە كەڭ تارقالغانىدى.

حَمَّامُ الدَّمِ: قىرغىنچىلىق.

حَمَّامُ بَحْرٍ: دېڭىز مۇنچىسى (دېڭىز سۈيىدە يۇيۇنۇش)

حَمَّامُ زَيْتٍ: چاچنى ماي سۈركەپ ئۇۋۇلاش.

حَمَّامُ بُخَارٍ: پار مۇنچىسى.

حَمَّامُ شَمْسٍ: قۇياش مۇنچىسى (ئاپتاپقا قاقلىنىش)

حَمَّامٌ جَافٌّ: ئاپتاپ مۇنچىسى (ئاپتاپقا قاقلىنىش)

حَمَّامٌ عَامٌّ: ئاممىۋى مۇنچا.

حَمَّامُ سِبَاحَةٍ: سۇ ئۈزۈش كۆلى.

حَمَّامَاتٌ كِبْرِيتِيَّةٌ: گۈڭگۈرتلۈك ئارشاڭ، گۈڭگۈرتلۈك ئىسسىق سۇ.

حَمَّامِيٌّ: مۇنچىغا مەنسۇپ، مۇنچىغا ئائىت.

حَمَّةٌ: ئارشاڭ، ئىسسىق سۇ.

حِمَّةٌ ج حِمَمٌ: ئۆلۈم، ھالاكەت؛ تەر.

حُمَّةٌ ج حُمَمٌ وَحِمَامٌ: كۆمۈر، تەپ كېسىلى، قىزىتما كېسىلى، كىزىك؛ كۆيگەن نەرسىلەر.

حُمَّةٌ خَبِيثَةٌ: يامان سۈپەتلىك بەزگەك.

حُمَّةٌ رَاجِعَةٌ: قايتا قوزغىلىدىغان كىزىك.

حُمَّةُ الدِّقِّ: ئۆزگىرىشچان قىزىتما.

اَلْحُمَّةُ الصَّفْرَاءُ: سېرىق قىزىتما.

اَلْحُمَّةُ الْمُخِّيَّةُ الشَّوْكِيَّةُ: تارقىلىشچان مېڭە ياللۇغى.

حُمَّةٌ قِرْمِزِيَّةٌ: سكارلاتىنا بەزگىكى.

حُمَّةٌ مَعْنَوِيَّةٌ: كىزىك، تەپ.

حُمَّةُ الْمَلَارِيَا: بەزگەك.

حُمَّةُ النِّفَاسِ: چىللە قىزىتمىسى.

حَمَّرَ يُحَمِّرُ تَحْمِيرًا الْجِلْدَةَ: تېرىنى قىزىل بويىدى.

حَمَّرَ فُلَانًا: پالاننى ئېشەك دېدى.

حَمَّرَ اللَّحْمَ: گۆشنى قاقلىدى، كاۋاپ قىلدى.

حَمَّرَ الثَّوْبَ: كىيىمنى بويىدى، رەختنى قىزىل بويىدى.

حَمَّرَتْ شَفَتَيْهَا: ئايال ئىككى لېۋىنى قىزىل بوياۋالدى.

حَمَّسَ يُحَمِّسُ تَحْمِيسًا: غەزەپلەندۈردى، قوزغىدى، ھاياجانلاندۇردى، تەسىرلەندۈردى.

حَمَّسَ الْحِمَّصَ: پۇرچاقنى قورۇدى.

حَمَّصَ يُحَمِّصُ تَحْمِيصًا الْحَبَّ: دانىنى پىشۇردى.

حَمَّصَ اللَّحْمَ: گۆشنى قاقلىدى.

حَمَّصَ الْقَهْوَةَ: قەھۋە دەملىدى.

حَمَّصَ الْخُبْزَ: ناننى قاقلاپ پىشۇردى.

حَمَّصَ الدَّوَاءُ الْجُرْحَ: دورا يارىنى ساقايتتى.

حِمَّصٌ ج حُمَّصَةٌ: پۇرچاق.

حُمَّصَةٌ ج حُمَّصَاتٌ: مېڭە لېمىلدىقى (بوۋاقلارنىڭ)

حَمَّضَ يُحَمِّضُ تَحْمِيضًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئېچىتتى.

حَمَّضَ الْمَاشِيَةَ: چارۋىغا ئاچچىق ئوت بەردى، قىرتاق ئوت بەردى.

حَمَّضَ فِي الشَّيْءِ: ئازايدى.

حَمَّضَتِ الْمَاشِيَةُ: چارۋا ئاچچىق ئوت يېدى.

حَمَّطَ يُحَمِّطُ تَحْمِيطًا الْكَرْمَ أَوْ عَلَيْهِ: تامنى باراڭ قىلدى، ئۈزۈمگە باراڭ ياسىدى.

**حَمُطَ الشَّيْءَ:** كىچىكلەتتى.

**حَمَطَة:** پىيىنككىنە ئۆردى.

**حَمَّقَ يُحَمِّقُ تَحْمِيقًا الرَّجُلَ:** كالۋالق كۆردى، ئەخمەق كۆردى، دۆت دەپ قارىدى.

**حَمَّقَ الرَّأْيَ:** بۇ پىكىرنى ئەخمەقانىلىقتا چىقار-دى.

**حَمَّلَ يُحَمِّلُ تَحْمِيلاً:** كۆتۈرگۈزدى، يۈكلىدى، يۈك ئارتتى، قاچىلىدى، باستى، زورلىدى.

**«لَا تُحَمِّلْ نَفْسَكَ مَالَاتُطِيقُ»**: ئۆزۈڭنى قولۇڭدىن كەلمەيدىغان ئىشقا زورلىمىغىن، ئۆزۈڭگە كۆتۈرەلمەيدىغان يۈك ئارتمىغىن.

**«سَلَّمْتُ مَاحَمَّلَنِي صَدِيقِي مِنَ الْهَدَايَا إِلَى أَهْلِهِ»**: دوستۇم ئائىلىسىگە بېرىش ئۈچۈن ماڭا كۆتۈرتۈپ قويغان سوۋغىلارنى تاپشۇرۇپ بەردىم.

**«مَثَلُ الَّذِينَ حُمِّلُوا التَّوْرَاةَ ثُمَّ لَمْ يَحْمِلُوهَا كَمَثَلِ الْحِمَارِ يَحْمِلُ أَسْفَارًا»** «قۇرئان»: تەۋراتنى كۆتۈرۈشكە (يەنى ئەمەل قىلىشقا) تەكلىپ قىلىنغان، ئاندىن ئۇنى كۆتۈرمە-گەنلەر خۇددى كىتاب يۈكلەنگەن ئېشەككە ئوخشايدۇ.

**حَمَّلَهُ الشَّيْءَ:** يۈكلىدى.

**حَمَّمَ يُحَمِّمُ تَحْمِيمًا الْمَاءَ:** سۇنى قىززىتتى، سۇنى ئىسسىتتى.

**حَمَّمَتِ الْأُمُّ طِفْلَهَا:** ئانا بالىسىنى ئىسسىق سۇ بىلەن يۇدى.

**حُمَّى ج حُمَّيَاتٌ:** تەپ كېسىلى، بەزگەك.

**ضِدُّ الْحُمَّى:** قىزىتما قايتۇرۇش دورىسى.

**«زَالَتْ عَنْهُ الْحُمَّى بَعْدَأَنْ فَعَلَ الدَّوَاءُفِعْلَهُ»**: دورا تەسىر كۆرسەتكەندىن كېيىن ئۇنىڭ قىزىتمىسى ياندى.

**حُمِّيٌّ:** قىزىتمىغا ئائىت، قىزىتمىغا مۇناسە-ۋەتلىك.

**حَمْوٌ ج أَحْمَاءُ:** قېيىناتا.

**حَمُودٌ:** ھەمدە ئېيتقۇچى، تەشەككۈر بىلدۈرگۈ-چى، ماختىغۇچى.

**حُمُوضَةٌ:** چۈچۈمەللىك، ئاچچىق - چۈچۈكلۈك، كىسلاتالىق، ئېچىپ قالغان، ئېچىماق.

**حُمُولٌ:** جاپاكەش، چىدامىلىق، سەۋرچان، مۇلايىم.

**حُمُولُ الْبَحْرِ:** دېڭىز يوسۇنى.

**حَمُولَةٌ ج حَمُولَاتٌ:** يۈك ئارتىلىدىغان ھايۋانلار.

**«وَمِنَ الْأَنْعَامِ حَمُولَةً وَفَرْشًا»** «قۇرئان»: ئاللاھ چاھارپايلارنى (يەنى تۆگە، كالا، قويلارنى)، يۈك كۆتۈرىدىغانلارنى، بوغۇزلىنىدىغانلارنى ياراتتى.

**حُمُولَةٌ ج حُمُولَاتٌ:** يۈك قاچىلاش ۋە يۆتكەش كىراسى.

**حُمُوٌّ:** قاتتىق ئىسسىق، تومۇز ئىسسىق.

**حُمُوَّةُ الْأَلَمِ:** قاتتىق ئاغرىش.

**حَمَى يَحْمِي حَمْيًا وَ حِمَايَةً:** قوغدىدى، ساقلى-دى، ھىمايە قىلدى.

**حَمَى يَحْمِي حِمْيَةً الْمَرِيضَ:** كېسەلنى پەرھىز تۇتقۇزدى، كېسەلگە زىيان قىلىدىغان تاماقنى چەكلىدى.

**حَمِيَ يَحْمَى حَمْيًا وَ حَمِيًّا وَ حُمُوًّا:** قاتتىق ئىسسىق بولدى.

**حَمِيَتْ غَضَبُهُ:** ئۇنىڭ غەزىپى تاشتى.

**حَمِيَ الْوَطِيسُ:** ئۇرۇش قىزىپ كەتتى، ئەۋجىگە چىقتى.

**حَمِيَ مِنَ الشَّيْءِ:** باش تارتتى.

**حِمًى:** قوغدىماق، ساقلىماق، ھىمايە قىلماق؛ چېگرا، چارگاھ.

**حِمَى اللّٰهِ:** ئاللاھنىڭ چەكلىگەن نەرسىلىرى.

**حِمْيَةٌ:** كېسەلنىڭ يېمەكتىن پەرھىز تۇتۇشى.

**طَعَامُ الْحِمْيَةِ:** كېسەل تامىقى.

**حَمِيدٌ م حَمِيدَةٌ:** مەدھىيىلىنىدىغان، ماختاشقا ئەرزىيدىغان، ماختاشقا لايىق.

**اَلْحَمِيدُ:** ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ «مەدھىيىگە لايىق زات» دېگەن مەنىدە كېلى-دۇ.

**«وَمَانَقَمُوا مِنْهُمْ إِلَّا أَنْ يُؤْمِنُوا بِاللّٰهِ الْعَزِيزِ الْحَمِيدِ»** «قۇرئان»: ئۇلار مۆمىنلەرنى پەقەت غالىب، مەدھىيىگە لايىق ئاللاھقا ئىمان ئېيتقانلىقلىرى ئۈچۈنلا يامان كۆردى.

**اَلْمَسَاعِي الْحَمِيدَةُ:** گۈزەل ئىشلار، مەدھىيە-

لەشكە لايىق ئىشلار؛ دوستانە ۋاسىتىچىلىق.

**حِمْيَرٌ:** ھىمىيەر (قەدىمكى يەمەندە ئۆتكەن بىر قەبىلە)

**حُمَيْرَةٌ:** قىزىل كېپسىلى.

**حِمْيَرِيٌّ:** ھىمىيەر، ھىمىيەرگە مەنسۇپ.

**حُمَيْقَاءُ:** چېچەك، سۇ چېچەك.

**حُمَيْقَى:** چېچەك، سۇ چېچەك.

**حَمِيلٌ ج حُمَلاءُ:** تاشلىنۋېتىلىپ باشقىلار تەرىپىدىن بېقىۋېلىنغان بوۋاق.

**حَمِيلَةٌ ج حَمَائِلُ:** تاشلىنۋېتىلىپ باشقىلار تەرىپىدىن بېقىۋېلىنغان بوۋاق.

**حَمِيلَةٌ عَلَيْنَا:** بىز ئۈچۈن يۈك.

**حَمِيمٌ ج أَحِمَّاءُ:** دوست؛ تۇغقان؛ ئىسسىق سۇ ياكى قايناق سۇ؛ تەر؛ ئىسرىق سېپىلىنىدىغان چوغ؛ قاتتىق ئىسسىق؛ قاتتىق ئىسسىقتىن كېيىن ياغىدىغان يامغۇر.

**«اِدْفَعْ بِالَّتِي هِيَ أَحْسَنُ فَإِذَا الَّذِي بَيْنَكَ وَ بَيْنَهُ عَدَاوَةٌ كَأَنَّهُ وَلِيٌّ حَمِيمٌ» «قرآن»:** ياخشى خىسلەت ئارقىلىق (يامان خىسلەتكە) تاقابىل تۇرغىن، (شۇنداق قىلساڭ) سەن بىلەن ئۆزئارا ئاداۋەت بار ئادەم گويا سىرداش دوستۇڭدەك بولۇپ قالىدۇ.

**«كَمَنْ هُوَ خَالِدٌ فِي النَّارِ وَ سُقُوا مَاءً حَمِيمًا فَقَطَّعَ أَمْعَاءَهُمْ» «قرآن»:** (مۇنداق تەقۋادار-لار) دوزاختا مەڭگۈ قالىدىغان، قايناقسۇ بىلەن سۇغىرىلىپ (قىزىقلىقتىن) ئۈچەيلىرى پارە-پارە قىلىنىدىغانلار بىلەن ئوخشاشمۇ؟

**حَمِيمَةٌ ج حَمَائِمُ:** ئىسسىق سۇ؛ ئىسسىق سۈت؛ ئىپسىل تۆگە.

**حُمَيَّا:** ھاراق ۋە ھەر بىر نەرسىنىڭ ئۆتكۈر ۋە كۈچلۈكلىكى.

**حُمَيَّا الْخَمْرِ:** ھاراقنىڭ كۈچلۈكلىكى.

**حُمَيَّا الشَّبَابِ:** ياشلىقنىڭ چوسلۇقى.

**حَنَا يَحْنُو حَنْوًا:** كۆيۈندى، ئىچىنى ئاغرىتتى، ھېسداشلىق قىلدى.

**حَنَا يَحْنُو حَنْوًا الشَّيْءَ:** ئەگدى.

**حَنَاذٌ:** قۇياش، كۈن.

**حِنَاكٌ ج حُنُوكٌ:** تاقاق، نوقتا.

**حَنَانٌ:** ھېسداشلىق، ئىچ ئاغرىتىش، مەرھەمەت قىلىش.

**«وَحَنَانًا مِنْ لَدُنَّا وَزَكَاةً وَكَانَ تَقِيًّا» «قرآن»:** بىز ئۇنىڭغا مەرھەمەت قىلىش ۋە ئۇنى (ناچار خىسلەتلەردىن) پاك قىلىش يۈزىسىدىن (شۇنداق قىلدۇق)، يەھيا تەقۋادار ئىدى.

**حَنَانَيْكَ حَنَانًا لِلْمَكَانِ:** جاي يېشىللىقتا پۈركەندى.

**حَنِبَ يَحْنَبُ حَنَبًا الشَّيْخُ:** قېرى ئادەم مۈكچىيىپ قالدى، دوك بولۇپ قالدى.

**حَنِبَ الْفَرَسُ:** ئاتنىڭ پاچىقى ئەگرى بولۇپ قالدى.

**حَنْبَرَ يُحَنْبِرُ حَنْبَرَةً الْبَرْدُ:** سوغۇق قاتتىق بولدى.

**حَنْبَطَ يُحَنْبِطُ حَنْبَطَةً:** قېتىپ قالدى.

**حَنْبَلِيٌّ ج حَنَابِلَةٌ:** ھەنبەلى مەزھىپىگە مەنسۇپ ئادەم، ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلگە ئەگەشكۈچى ئادەم.

**اَلْحَنْبَلِيَّةُ:** ھەنبەلى مەزھىپى.

**حَنِثَ يَحْنَثُ حِنْثًا:** قەسەمىنى بۇزدى؛ گۇناھ قىلدى؛ باتىلغا مايىل بولدى.

**حِنْثٌ:** گۇناھ، كۇفرى.

**«وَكَانُوا يُصِرُّونَ عَلَى الْحِنْثِ الْعَظِيمِ» «قرآن»:** ئۇلار چوڭ گۇناھتا(يەنى كۇفرىدا) چىڭ تۇرغانىدى.

**حَنْجَرٌ. حَنْجَرَةٌ ج حَنَاجِرُ:** گال، ھەلقۇم، كېكىردەك.

**بَلَغَتِ الْقُلُوبُ الْحَنَاجِرَ:** قېيىن ھالەتتە قالدى، يۈرەك ئېغىزغا قاپلىشىپ قالدى.

**«وَإِذْ زَاغَتِ الْأَبْصَارُ وَبَلَغَتِ الْقُلُوبُ الْحَنَاجِرَ» «قرآن»:** بۇ چاغدا كۆزۈڭلار چەكچىيىپ قالغان، يۈرىكىڭلار ئاغزىڭلارغا قاپلىشىپ قالغان.

**حَنْجَلَ يُحَنْجِلُ حَنْجَلَةً الْحِصَانُ:** ئايغىر تەپتى.

**حَنْجَلَ الْحَيَوَانُ:** ھايۋاننى بوغۇزلىدى، زەبھ قىلدى.

**حَنْجَلٌ ج حَنَاجِلُ:** قىسقۇچ پاقا.

**حُنْجُورٌ ج حَنَاجِرُ:** گال، ھەلقۇم، كېكىردەك.

**حَنْحَنَ يُحَنْحِنُ حَنْحَنَةً عَلَيْهِ:** ئىچى ئاغرىتتى، كۆيۈندى.

**حِنْدِسٌ ج حَنَادِسُ:** قاراڭغۇ كېچە، قاپقاراڭغۇ.

**حَنْدَقُوقٌ ج حَنْدَقُوقَى و حِنْدَقُوقَى:** بىر خىل خۇش بۇي ئۆسۈملۈك؛ لەلەڭشىپ ماڭىدىغان ئۇزۇنتۇرا ئادەم؛ ئەخمەق.

**حَنْدَوِيلٌ ج حَنْدَوِيلَاتٌ:** قوناق ئۇنى بولكىسى، زاغرا، قوناق نېنى.

**حَنَذَ يَحْنِذُ حَنْذًا و تَحْنَاذًا اللَّحْمَ:** گۆشنى كاۋاپ قىلدى، ئوتقا قاقلاپ پىشۇردى.

**حُنْذَةٌ:** قاتتىق ئىسسىق، دەھشەت ئىسسىق.

**حِنْذِيذٌ:** كۆپ تەرلەيدىغان ئادەم ياكى ئات.

**حَنِسَ يَحْنَسُ حَنَسًا:** جەسۇرانە ئۇرۇش قىلدى.

**حَنَشَ يَحْنِشُ حَنْشًا الصَّيْدَ:** ئوۋ ئوۋلىدى.

**حَنَّشَهُ:** قوغلىمۇەتتى؛ ئۇنى قوزراتتى؛ غەزىپىنى كەلتۈردى.

**حَنَشَهُ الْحَيَّةُ:** ئۇنى يىلان چېقىۋالدى، چىشلىۋالدى.

**حَنَشَهُ عَنِ الْأَمْرِ:** ئۇنى بۇرىدى.

**حَنَشٌ ج أَحْنَاشٌ و حَنَشَاتٌ:** زەھەرلىك يىلان، چار يىلان

**أَبُو حَنَشٍ:** قىزىل لەگلەك.

**حَنَطَ يَحْنِطُ حَنْطًا:** ئەپەس چىقاردى.

**حَنَطَ الْجِلْدُ:** تېرە قىزاردى.

**حَنَطَ إِلَيْهِ:** مايىل بولدى.

**حَنَطَ يَحْنِطُ حُنُوطًا الزَّرْعُ:** زىرائەت پىشتى، يىغىم ۋاقتى كەلدى.

**حَنَطَ الشَّجَرُ:** دەرەخ مېۋىسى پىشتى.

**حِنْطَةٌ:** بۇغداي.

**حِنْطَةٌ سَوْدَاءُ:** قارا بۇغداي.

**حِنْطَةٌ لِرَحَى الْحَرْبِ:** توپ يېمى، زەمبىرەك يېمى.

**حُنْطُورٌ ج حَنَاطِيرُ:** ئۈستى ئوچۇق ۋاگون؛ ئۈستى ئوچۇق ئاپتوموبىل.

**حِنْطِيٌّ:** بۇغداي ئۆڭلۈك، قوڭۇررەڭ.

**حَنْظَلٌ:** ئاچچىق تاۋۇز (كاۋا ئائىلىسىگە كىرىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك)

**«طَعْمُهُ مُرٌّ كَالْحَنْظَلِ»:** ئۇنىڭ تەمى ئاچچىق تاۋۇزدەك ئاچچىق.

**حَنَفَ يَحْنِفُ حَنْفًا:** مايىل بولدى، قىيسايدى، ئىگىلدى، ئاغدى.

**حَنَفِيٌّ:** ھەنەفىي مەزھىپىگە مەنسۇپ، ئىمام ھەنەفىيگە ئەگەشكۈچى.

**حَنَفِيَّةُ حَرِيقٍ:** ئوت ئۆچۈرۈش كىرانى.

**حَنَفِيَّةٌ ج حَنَفِيَّاتٌ:** جۈمەك.

**فَتَحَ الْحَنَفِيَّةَ:** جۈمەكنى ئاچتى.

**حَنْقَاءُ ج حُنُوقٌ:** ئىچى مايماق؛ ياي؛ ئۈستۈرا؛ كىملە؛ تاش پاقىسى؛ گاھ ئىشچان، گاھ ھورۇن خىزمەتچى.

**حَنِقَ يَحْنَقُ حَنَقًا:** غەزەپلەندى، ئاچچىقلاندى.

**حَنِقَ مِنَ الْأَمْرِ:** مەلۇم بىر ئىشتىن غەزەپلەندى، مەلۇم بىر ئىشتىن ئاچچىقلاندى.

**حَنَقٌ:** غەزەپ، ئاچچىق.

**حَنِقٌ:** غەزەپلەنگۈچى، ئاچچىقلانغۇچى، بىزار قىلغۇچى.

**حَنَكَ يَحْنِكُ يَحْنُكُ حَنْكًا الْأُمُّ طِفْلَهَا:** ئانا بالىسىنىڭ ئېڭىكىنى سىلىدى.

**حَنَكَ الدَّهْرُ الرَّجُلَ:** زامان كىشىنى چېنىقتۇردى، تەجرىبىلىك قىلدى، تەجرىبىگە ئىگە قىلدى.

**حَنَكَ الشَّيْءَ:** چۈشەندى، پۇختىلىدى.

**حَنَكٌ ج أَحْنَاكٌ:** تاماق (گال)، تامغاق، ئۈستۈنكى تاڭلاي.

**حَنَكُ الْغُرَابِ:** قاغىنىڭ تۇمشۇقى.

**حُنْكٌ. حُنْكَةٌ:** تەجرىبە، سەرگۈزەشتە.

**«غُرِفَ بِحُنْكَتِهِ وَ دَهَائِهِ فِي مَجَالِ السِّيَاسَةِ»:** ئۇ سىياسىي ساھەدە پىشقانلىقى، چوڭقۇر پىكىرلىكى بىلەن تونۇلغان.

**حَنَّ يَحِنُّ حَنِينًا إِلَى:** سېغىندى، تەلپۈندى، ئىسلىدى.

**مَا حَنَّ عَلَيَّ:** ماڭا يۈزكېلەلمەيدىغان ئىشنى قىلمىدى.

حَنَّ يَحِنُّ حِنَانًا عَلَيْهِ: ھېسداشلىق قىلدى، ئىچ ئاغرىتتى، كۆيۈندى، يۈرەكلىرى ئېچىپ كەتتى.

حِنَّاءٌ ج حِنَانٌ: خېنە، خېنە گۈل.

أَبُو الْحِنَّاءِ: قىزىل قۇيرۇقلۇق بۇلبۇل.

حَنَّانٌ: مېھرىبان، شەپقەتلىك، سېغىنغۇچى.

اَلْحَنَّانُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ «مەرھەمەتلىك، شەپقەتلىك ئاللاھ» دېگەن مەنىدە.

أُمُّ الْحَنَّانِ: يۇمشاق مېگە پەردىسى.

حَنَّأَ يُحَنِّئُ تَحْنِيئًا: خېنە ياقتى، چاچ ـ ساقىلىنى بويىدى.

حَنَّبَ يُحَنِّبُ تَحْنِيبًا: مۈكچىيىپ قالدى، دوك بولۇپ قالدى.

حَنَّةٌ: ھېسداشلىق، ئىچ ئاغرىتىش.

حَنَّسَ يُحَنِّسُ تَحْنِيسًا: ئەخمەق قىلدى، ئويناتتى، كولدۇرلاتتى.

حَنَّطَ يُحَنِّطُ تَحْنِيطَ الْجُثَّةَ: جەسەتنى چىرىپ كېتىشتىن ساقلىدى، مومىيا قىلدى.

حَنَّطَ الْمَيِّتَ: ئۆلۈككە خۇش پۇراق نەرسىلەرنى سۈركىدى، جەسەتنى مومىيا قىلدى.

حَنَّطَ الرَّجُلُ: بۇغداي يېدى.

حَنَّطَ الْفِكْرَ: پىكرىنى ئۆزگەرتمەي ساقلاپ قالدى.

«أَثَّرَتْ بَعْضُ النَّظَرِيَّاتِ التَّقْلِيْدِيَّةِ عَلَى الْأَدَبِ وَ حَنَّطَتْهُ تَحْنِيْطًا وَ قَتَلَتْ فِيْهِ رُوحَ الْجِدَّةِ وَالتَّطَوُّرِ»: بەزى ئەنئەنىۋى نەزەرىيىلەر ئەدەبىياتقا تەسىر كۆرسىتىپ، كونسېرۋاتىپلىق بىلەن قاراپ ئەدەبىياتنىڭ يېڭىلىق ۋە تەرەققىيات روھىنى ئۆچۈرۈۋەتتى.

حَنَّكَ يُحَنِّكُ تَحْنِيكًا ـ هُ الدَّهْرُ: زامان كىشىنى چېنىقتۇردى، تەجرىبىلىك قىلدى، تەجرىبىگە ئىگە قىلدى.

حَنَّنَ يُحَنِّنُ تَحْنِينًا عَلَيْهِ: ئىچىنى ئاغرىتتى، كۆيۈندى، ھېسداشلىق قىلدى.

يُحَنِّنُ اللّٰهُ عَلَيْهِ: ئاللاھ ئۇنىڭغا كۆيۈنسۇن.

حَنَّنَ الشَّجَرُ: دەرەخ چېچەكلىدى.

حِنْوٌ ج أَحْنَاءٌ: ئەگرى، ئەگرىلىك، قىڭغىرلىق؛ يان تەرەپ.

حَنُونٌ: مېھرىبان، شەپقەتلىك، سېغىنغۇچى.

اَلْأَبُ الْحَنُونُ: كۆيۈمچان دادا.

اَلْأُمُّ الْحَنُونُ: كۆيۈمچان ئانا.

اَلصَّوْتُ الْحَنُونُ: يېقىملىق ئاۋاز.

اَلْقَلْبُ الْحَنُونُ: ئۆزۈك دىل.

حَنَى يَحْنِي حَنْيًا الْعُودَ: ياغاچنى ئەگدى.

حَنَى رَأْسَهُ إِحْتِرَامًا: ھۆرمەت يۈزىسىدىن بېشىنى ئېگىپ قويدى.

لَا يَحْنِي رَأْسَهُ لِأَحَدٍ: ھېچ ئادەمگە باش ئەگمەيدۇ.

حَنْيٌ: ئەگمەك.

حِنْيَةٌ: ياي شەكىللىك.

حِنْيَةُ الْعِمَارَةِ: ئەگمە ئىشىك.

حِنْيَةُ الْقَلْبِ: يۈرەكنىڭ چوڭقۇر قاتلىمى.

حَنِيذٌ: كاۋاپ، قاقلاپ پىشۇرۇلغان گۆش.

حَنِيرَةٌ ج حَنَائِرُ: گۈمبەز شەكىللىك ئۆگزە.

حَنِيفٌ ج حُنَفَاءُ: توغرا، ھەق؛ ياخشىلىق؛ تەرەپكە بۇرالغۇچى؛ توغرا پىكىرلىك؛ دىندا چىڭ تۇرغۇچى.

«وَمَاأُمِرُوا إِلاَّ لِيَعْبُدُوا اللّٰهَ مُخْلِصِيْنَ لَهُ الدِّيْنَ حُنَفَاءَ وَ يُقِيْمُوا الصَّلَوٰةَ وَ يُؤْتُواالزَّكَوٰةَ وَذٰلِكَ دِيْنُ الْقَيِّمَةِ» «قرآن»: ئۇلار پەقەت ئىبادەتنى ئاللاھقا خالىس قىلغان، ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغان ھالدا (يالغۇز) ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇلدى. نامازنى ئادا قىلىشقا، زاكاتنى بېرىشكە ( بۇيرۇلدى ) ، ئەنە شۇلار (يەنى ئىبادەت، ئىخلاس ناماز، زاكاتلار) توغرا دىندۇر.

اَلدِّينُ الْحَنِيفُ: توغرا دىن، ھەق دىن، ئىسلام دىنى.

«فَأَقِمْ وَجْهَكَ لِلدِّيْنِ حَنِيْفًا» «قرآن» : باتىل دىنلاردىن بۇرۇلۇپ ئىسلام دىنىغا يۈزلەنگىن.

حَنِيقٌ ج حُنَقَاءُ: غەزەپلەنگۈچى، ئاچچىقلانغۇچى، بىزار بولغۇچى.

حَنِينٌ: سېغىنىش ، كۆرگۈسى كېلىش؛ قايغۇ ياكى خۇشاللىقتىن يىغلىماق، ھېسداشلىق

قىلىش.

**حَنِينٌ إِلَى الْوَطَنِ:** ۋەتەننى سېغىنىش، يۇرتنى سېغىنىش.

**حُنَيْنٌ:** ھۇنەيىن (ئادەم ئىسمى)

**حَنِيَّةٌ ج حَنَايَا:** ئوقيا، كامالچە؛ ئەگمە كۆۋرۈك.

**فِي حَنَايَا صَدْرِهِ أَوْ حَنَايَا نَفْسِهِ:** يۈرەكنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىدا.

**حُوَاجَةٌ:** بۇغداي قاتارلىق ئاشلىقلارنى ساقلايدىغان ئامبار.

**حِوَارٌ:** سۆزلىشىش.

**حُوَارٌ ج أَحْوِرَةٌ:** تايلاق، بوتلاق.

**«جَرَى حِوَارٌ مَفْتُوحٌ بَيْنَ الرَّئِيسِ وَ مَنْدُوبِي الصُّحُفِ»:** رەئىس بىلەن گېزىت - ژۇرنال ۋەكىللىرى ئارىسىدا ئوچۇق سۆھبەت ئېلىپ بېرىلدى.

**حَوَارِيٌّ ج حَوَارِيُّونَ:** ياردەم بەرگۈچى (ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى)

**«كَمَا قَالَ عِيسَى ابْنُ مَرْيَمَ لِلْحَوَارِيِّينَ مَنْ أَنْصَارِي إِلَى اللّٰهِ» (قرآن):** مەريەمنىڭ ئوغلى ئىيسا ھەۋارىيونلارغا: «(ئاللاھنىڭ دەۋىتىنى تەبلىغ قىلىشتا) ئاللاھقا كىملەر ياردەمچىلىرىم بولىدۇ؟» دېدى.

**اَلْحَوَارِيَّةُ:** ئاپئاق ئايال.

**حَوَازٌ:** يۈرەك ئازابلىنىدىغان ئىشلار.

**اَلْحَوَاسُّ:** بەش سېزىم ئەزاسى.

**حُوَاسَةٌ:** يەھسىنلىق؛ ھاجەت؛ غەنىيمەت، ھۇجۇم، ئارىلاشما، كىشىلەر توپى.

**حُوَاشَةٌ:** شەرم تۇغقان.

**حُوَاقَةٌ:** ئەخلەت.

**حِوَالٌ:** توسالغۇ، توساق.

**حَوَالَةٌ ج حَوَالَاتٌ:** ھاۋالە؛ كاپالەت، كاپالەت پۇلى، گۇۋاھلىق بېرىش؛ پۇل يۆتكەش تالونى، پېرېۋوت قەغىزى، پېرېۋوت چېكى.

**حَوَالَةٌ بَرِيدِيَّةٌ:** پوچتا پېرېۋوتى، پۇل ئەۋەتىش ئۇقتۇرۇشى.

**حَوَالَةٌ مَالِيَّةٌ:** پېرېۋوت چېكى.

**حَوَالَةٌ مَصْرِفِيَّةٌ:** بانكا پېرېۋوتى.

**حَوَالَةُ سَفَرٍ:** ساياھەت چېكى.

**حَوَالَيْ:** تەخمىنەن، ... ئەتراپىدا، ... ئۆپچۆرىسىدە.

**«كَتَبَ إِلَيَّ رِسَالَةً قَبْلَ حَوَالَيْ عَشَرَةِ أَيَّامٍ»:** ئون كۈنچە بۇرۇن، ئۇ ماڭا بىر پارچە خەت يازدى.

**«لِلْمُؤَلِّفِ حَوَالَيْ مِائَةِ كِتَابٍ»:** بۇ يازغۇچىنىڭ 100 گە يېقىن كىتابى بار.

**«يُوجَدُ فِي هَذَا الْفِنَاءِ حَوَالَيْ عِشْرِينَ أُسْرَةً»:** بۇ چوڭ قورودا 20 چە ئائىلە بار.

**اَلْحَوَالِيُّ:** ئۇزۇن قوۋۇرغا.

**حَوُّلٌ:** ئۆزگىرىش، بۇرۇلۇش؛ چېكىنمەك.

**حُوبٌ:** گۇناھ، جىنايەت.

**«وَلَا تَأْكُلُوا أَمْوَالَهُمْ إِلَى أَمْوَالِكُمْ إِنَّهُ كَانَ حُوبًا كَبِيرًا» (قرآن):** ئۇلارنىڭ مال - مۈلكىنى ئۆزۈڭلارنىڭ مال - مۈلكىگە قوشۇپ يەۋالماڭلار، بۇ ھەقىقەتەن چوڭ گۇناھتۇر.

**حَوْبَاءُ ج حَوْبَاوَاتٌ:** يۈرەك، دىل، قەلب.

**حُوبَةٌ:** ئانا جەمەت تۇغقان؛ ئېھتىياج، ھاجەت؛ زۆرۈر، لازىم؛ ھويلىنىڭ ئوتتۇرىسى؛ غەم؛ ئاجىز ئادەم؛ ئاتا؛ قىز؛ ھەمشىرە.

**حُوتٌ ج حِيتَانٌ:** بېلىق، چوڭ بېلىق؛ كىت، لەھەڭ؛ ئاسمان بۇرجلىرىدىن بىر بۇرج.

**«فَالْتَقَمَهُ الْحُوتُ وَهُوَ مُلِيمٌ» (قرآن):** ئۇنى چوڭ بىر بېلىق يۇتىۋەتتى، ئۇ (قەۋمىنى تاشلاپ، پەرۋەردىگارىنىڭ ئىزنىسىز چىققانلىقى ئۈچۈن) ئەيىبلىنىشكە تېگىشلىك.

**حُوتُ سُلَيْمَانَ:** سالمون بېلىق.

**بُرْجُ الْحُوتِ:** ھوت بۇرجى.

**اَلْحَوْتَلُ:** بالاغەتكە يەتكەن بالا؛ ئاجىز.

**حَوْثَاءُ:** سېمىز ئايال؛ جىگەر ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى نەرسىلەر.

**حَوْجٌ:** ئېھتىياج، تەلەپ؛ نامراتچىلىق، موھتاجلىق؛ سالامەتلىك.

حَوجَ وَ حُوجَ: ئېھتىياج ، ئامراتلىق.

حَوْجَاءُ: ھاجەت ، ئېھتىياج.

حَوْجَلَ يُحَوْجِلُ حَوْجَلَةَ الْعَيْنُ: كۆز ئولتۇرۇشۇپ كەتتى.

حَوْجَلَةٌ ج حَوْجَلٌ وَ حَوَاجِلُ: شىشە ، بوتۇلكا ؛ لوڭقا.

حَوْدَلَةٌ: تۆپىلىك ، دۆڭ.

حَوْدٌ : ھەيدىمەك ، سورمەك.

حُوذِيٌّ : ھارۋىكەش.

حُوذِيُّ الرُّكُوبِ : مەپىكەش ، ئادەم توشۇيدىغان ھارۋىنى ھەيدىگۈچى.

حُوذِيُّ الثِّقْلِ: يۈك ھارۋىسى ھەيدىگۈچى.

حَوِرَ يَحْوَرُ حَوَرًا الْغَزَالُ : ئاھۇ قارا كۆز بولدى.

حَوِرَتْ عَيْنُهُ: ئايال قارا كۆزلۈك بولدى.

حَوِرَتِ الْمَرْأَةُ : ئايال قارا كۆز بولدى.

حَوَرٌ ج أَحْوَارٌ : ئەيلەنگەن قوي تېرىسى ، ئاشلانغان قوي تېرىسى.

حُوْرٌ : پەرىزات.

حَوْرَاءُ : ھۆر ، پەرىزات، ئاپئاق ئايال.

«وَحُورٌ عِينٌ كَأَمْثَالِ اللُّؤْلُؤِ الْمَكْنُونِ» (قرآن) : ئۇلارغا سەدەپىنىڭ ئىچىدىكى گۆھەرگە ئوخشايدىغان شەھلا كۆزلۈك ھۆرلەر بېرىلىدۇ.

حُورِيَّةٌ : ھۆر ، پەرى.

حُورِيَّةُ الْجَرَادِ : چېكەتكە لىچىنكىسى.

حُورِيَّةُ الْمَاءِ : قوناق گۈل.

حَوْزَةٌ : نىشان ، تەرەپ ، يۆنىلىش ؛ تەبىئەت.

حَوْزَةُ الْمَمْلَكَةِ : دۆلەت زېمىنى.

هَذَا فِي حَوْزَةِ جَمِيعِ الشَّعْبِ : بۇ پۈتۈن خەلقنىڭ بايلىقى.

فِي حَوْزَةِ يَدِهِ : ئۇنىڭ ئىگىدارچىلىقىدا.

«كَانَ فِي حَوْزَتِهِ عَدَدٌ كَبِيرٌ مِنَ الْمَخْطُوطَاتِ الْمُهِمَّةِ النَّادِرَةِ» : ئۇنىڭ ئىلكىدە زور بىر تۈركۈم مۇھىم، نادىر قول - يازمىلار بار

ئىدى.

حَوْزَلٌ : پاكىنەك ، قىسقا.

حَوْشٌ ج أَحْوَاشٌ وَ حِيشَانٌ : قوتان ، ئېغىل.

حَوْشُ الدَّارِ : قورۇ ، ھويلا.

حَوْشَةٌ : بېلىق تۇتۇش سايمانلىرى.

حُوشِيٌّ : ياۋا ؛ غەلىتە ؛ كۆپ ئىشلىتىلمەيدىغان.

حُوشِيٌّ مِنَ اللَّفْظِ : ياۋا سۆز ، كەم ئىشلىتىلىدىغان سۆز.

رَجُلٌ حُوشِيٌّ : كىشىلەرگە ئارىلاشمايدىغان ياۋا ئادەم.

حَوْصٌ : ( كىيىمگە ) كۆك سالماق ؛ قوپال تىكمەك.

حَوْصَلٌ. حَوْصَلَةٌ : دوۋساق ؛ ساقا قوش ، ئۆردەك.

حَوْصَلَةُ الطَّائِرِ : قۇشنىڭ پوكىنى.

حَوْضٌ ج أَحْوَاضٌ وَ حِيَاضٌ وَ حِيضَانٌ : كۆل ، كۆلچەك ؛ قانال ؛ تاختا يەر ، تواق.

حَوْضُ التَّشْطِيفِ: يۇيۇنىدىغان داس.

حَوْضُ السُّفُنِ: كېمە توختايدىغان ۋە رېمونت قىلىدىغان ۋە ياسايدىغان جاي.

حَوْضُ النَّهْرِ: دەريا ۋادىسى.

حَوْضُ السِّبَاحَةِ: سۇ ئۈزۈش كۆلى.

اَلْحَوْضُ الْجَافُّ: قۇرۇق كۆل.

حَوْضُ الْحَمَّامِ: مۇنچا كۆلى ، ۋاننا.

حَوْضُ الْغَسْلِ: يۇيۇنۇش كۆلى.

حَوْضُ النِّيلِ: مىسىر.

حَوْقٌ. حَوْقَةٌ: ئاما ، كۆپچىلىك.

حَوْقَلَ يُحَوْقِلُ حَوْقَلَةً: «لَا حَوْلَ وَلَا قُوَّةَ إِلَّا بِاللّٰهِ» دېدى.

حَوْكٌ: توقۇش ، توقۇمىچىلىق قىلماق.

حَوِلَ يَحْوَلُ حَوَلًا: ئالغاي بولۇپ قالدى ، ئەلەس بولۇپ قالدى.

حَوَلُ الْعَيْنِ: ئالغاي كۆز؛ قىيسىق كۆز.

**حَوْلٌ ج أَحْوَالٌ:** كۈچ – قۇۋۋەت؛ قابىلىيەت؛ ئۆزگىرىش، يۆتكىلىش؛ يىل.

**حَوْلٌ مِنْ حَوْلٍ:** يېقىندا، يېقىن ئەتراپىدا.

**«وَالْوَالِدَاتُ يُرْضِعْنَ أَوْلَادَهُنَّ حَوْلَيْنِ كَامِلَيْنِ»** «قرآن»: ئانىلار بالىلىرىنى تولۇق ئىككى يىل ئېمىتىشى لازىم.

**«رَأَيْتُ النَّاسَ حَوْلَهُ»:** مەن ئۇنىڭ ئەتراپىدا كىشىلەر بارلىقىنى كۆردۈم.

**«لَقَدْ قَرَأْتُ كِتَابًا حَوْلَ تَرْبِيَةِ الْأَسْمَاكِ فِي الْمِيَاهِ الْعَذْبَةِ»:** مەن تاتلىق سۇدا بېلىق بېقىش توغرىسىدا بىر كىتابنى ئوقۇدۇم.

**«لَا حَوْلَ وَ لَا قُوَّةَ إِلَّا بِاللّٰهِ»:** ئاللاھنىڭ مەدىتى بولمىسا قولىمىزدىن ھېچ ئىش كەلمەيدۇ، ئاللاھقا يۆلىنىشتىن باشقا ھېچقانداق ئامالىمىز يوق.

**حَوْلِيٌّ ج حَوَالِيٌّ:** بىر يىللىق، بىر يىل توشقان.

**نَبْتٌ حَوْلِيٌّ:** يىللىق ئۆسۈملۈك.

**حَوْلِيَّةٌ:** يىللىق مەلۇمات.

**مَجَلَّةٌ حَوْلِيَّةٌ:** يىللىق ژۇرنال.

**حَوْمٌ. حَوَمَانٌ:** چۆرگىلەش، ئايلىنىش.

**حَوْمُ الْوَغَى:** ئۇرۇش مەيدانى، جەڭگاھ.

**حَوْمُ الْقِتَالِ:** قاتتىق ئۇرۇش، كەسكىن جەڭ.

**حَوْمُ أَيِّ شَيْءٍ:** نەرسىنىڭ مۇھىم قىسمى، چوڭ قىسمى.

**حَوْمُ الْبَحْرِ:** دېڭىز يۈزى، دېڭىز سەتھى.

**حَوَّاءُ:** ئىنسانلارنىڭ تۇنجى ئانىسى ھەۋۋا، ھاۋا ئانا؛ قارامتۇل.

**اِبْنَةُ حَوَّاءٍ:** ھەۋۋانىڭ قىزى (ئاياللار)

**حُوَّارِيٌّ:** بور، گەج.

**حَوَّاطٌ:** مەھەللە باجگىرى.

**حَوَّدَ يُحَوِّدُ تَحْوِيدًا:** بۇرۇلدى.

**حَوَّرَ يُحَوِّرُ تَحْوِيرًا الْكَلَامَ:** سۆزنى ئۆزگەرتتى.

**«حَوَّرَ بَعْضَ أَحْدَاثِ رِوَايَتِهِ تَحْوِيرًا جُزْئِيًّا بَسِيطًا»:** رومانىنىڭ بەزى ۋەقەلىكلىرىنى ئاددىيغىنا، قىسمەن ئۆزگەرتىپ چىقتى.

**حَوَّرَ الدَّقِيقَ أَوِ الثَّوْبَ:** ئۇننى ياكى كىيىمنى ئاقارتتى.

**حَوَّرَ الْقُرْصَ:** خېمىرنى يايدى.

**حَوَّشَ يُحَوِّشُ تَحْوِيشًا الْمَالَ:** مالنى توپلىدى، يىغدى، ساقلىدى.

**حَوَّضَ يُحَوِّضُ تَحْوِيضًا الْمَاءَ:** سۇ يىغدى.

**حَوَّطَ يُحَوِّطُ تَحْوِيطًا:** ئەتراپىغا تام سالدى، ئىھاتىگە ئالدى.

**حَوَّطَ الْعَدُوُّ الْمَدِينَةَ:** دۈشمەن شەھەرنى ھەر تەرەپتىن قورشىۋالدى.

**حَوَّقَ يُحَوِّقُ تَحْوِيقًا الْمَكَانَ:** مەلۇم بىر جاينى چۆرگىلىدى.

**حَوَّلَ يُحَوِّلُ تَحْوِيلًا:** يۆتكىدى؛ ئۆزگەرتتى؛ يۆتكەلدى.

**حَوَّلَ خَطَّ السَّيْرِ:** مېڭىش يولىنى ئۆزگەرتتى.

**حَوَّلَ اتِّجَاهَهُ:** يۆلىنىشنى ئۆزگەرتتى.

**حَوَّلَ نُقُودًا:** پۇلنى پېرېۋوت قىلدى.

**حَوَّلَ عُنْوَانَهُ:** ئادرېسىنى ئۆزگەرتتى.

**حَوَّمَ يُحَوِّمُ تَحْوِيمًا فِي الْأَمْرِ:** چوڭقۇر قارىدى، داۋاملاشتۇردى.

**حَوَى يَحْوِي حَوَايَةً:** ئىگىلىدى، توپلىدى، يىغدى؛ ئۆز ئىچىگە ئالدى.

**«يَحْوِي الْكِتَابُ مُخْتَارَاتٍ مِنَ الشِّعْرِ الْقَدِيمِ»:** بۇ كىتاب كلاسسىك شېئىرلاردىن تاللانمىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**حُوَيْصَلَةٌ ج حُوَيْصَلَاتٌ:** كىچىك خالتا، خالتىدا- چاق.

**حُوَيْصَلَةٌ صَفْرَاوِيَّةٌ:** ئۆت خالتىسى.

**حَوِيَّةٌ ج حَوَايَا:** ئۈچەي، ياغلىق ئۈچەي؛ چەم.

**«وَمِنَ الْبَقَرِ وَ الْغَنَمِ حَرَّمْنَا عَلَيْهِمْ شُحُومَهُمَا»**

إِلَّا مَا حَمَلَتْ ظُهُوْرُهُمَا أَوِ الْحَوَايَا» «قرآن» : ئۇلارغا كالا، قويلارنىڭ دۈمبىسىدىكى ياكى ئۈچەيلىرىدىكى ياكى سۆڭىكىگە چاپلىشىقلىق ياغلىرىدىن باشقا ياغلىرىنى هارام قىلدۇق.

**حَوِيَّةُ جِبَالٍ** : بىر تال ئارغامچا.

**حُوَيَّةٌ** : كىچىك يىلان ، بالا يىلان.

**حُوَيِّنٌ ج حُوَيِّنَاتٌ** : مىكرو ئورگانىزم.

**حُوَيِّنُ الْمَلَارِيَا** : بەزگەك پىلازمىسى.

**حَيَاءٌ** : هايا ، نومۇس ، خىجالەتچىلىك ، ئۇيۇلۇش.

**حَيَاةٌ ج حَيَوَاتٌ** : تىرىكلىك ، هاياتلىق ، هايات، تۇرمۇش.

**هُوَ عَلَى قَيْدِ الْحَيَاةِ** : ئۇ تېخىچە هايات.

**مُسْتَوَى الْحَيَاةِ**: تۇرمۇش سەۋىيىسى.

**اَلْحَيَاةُ الْإِجْتِمَاعِيَّةُ** : ئىجتىمائىي تۇرمۇش.

**اَلْحَيَاةُ الْخَاصَّةُ** : شەخسىي تۇرمۇش.

**عِلْمُ الْحَيَاةِ**: بىئولوگىيە.

**عِلْمُ الْحَيَاةِ الْإِجْتِمَاعِيَّةِ** : ئىجتىمائىي بىئولوگىيە.

**بَيْنَ الْحَيَاةِ وَ الْمَوْتِ** : سەكراتقا چۈشۈپ قالغان ، جان ئۈزۈش ئالدىدا تۇرغان.

**اَلْحَيَاةُ الْأَبَدِيَّةُ** : ئاخىرەتلىك ، ئاخىرەت ، ئۇ دۇنيا.

**حَيَاةٌ إِجْتِمَاعِيَّةٌ** : ئىجتىمائىي هايات.

**حَيَاةٌ أَبَدِيَّةٌ** : ئەبەدىي هايات ، مەڭگۈلۈك هايات.

**حَيَاةُ الدُّنْيَا**: دۇنيا هاياتى ، دۇنيا تۇرمۇشى.

**اَلْحَيَاةُ الْعَائِلِيَّةُ**: ئائىلىۋى هايات ، ئائىلە تۇرمۇشى.

**مَظَاهِرُ الْحَيَاةِ**: هاياتنىڭ كۆرۈنۈشلىرى.

**«اَلْحَيَاةُ الطُّفَيْلِيَّةُ جَدِيرَةٌ بِالْإِزْدِرَاءِ وَالذَّمِّ»** : پارازىتلىق تۇرمۇش كەمسىتىلىشكە لايىق.

**اَلظُّرُوفُ الْحَيَاتِيَّةُ**: تۇرمۇش شارائىتلىرى.

**مَشَاكِلُ حَيَاتِيَّةٌ**: تۇرمۇش مەسىلىلىرى ، تۇرمۇش قىيىنچىلىقلىرى.

**حِيَادٌ**: بىتەرەپلىك.

**لَزِمَ الْحِيَادَ**: بىتەرەپلىكنى ساقلىدى.

**هُمْ عَلَى الْحِيَادِ**: ئۇلار بىتەرەپ.

**مِنْطَقَةُ الْحِيَادِ**: بىتەرەپ رايون ، بىتەرەپ بەلۋاغ.

**شُقَّةُ الْحِيَادِ**: ئىككى دۆلەت ئوتتۇرىسىدىكى بىتەرەپ جاي.

**عَلَى الْحِيَادِ** : بىتەرەپ تۇرغۇچى ؛ بىتەرەپلىك ؛ ئادىل ، خالىس.

**اَلْحِيَادُ الْإِيجَابِيُّ** : ئادىل ؛ بىتەرەپلىك (خەلقئارا سىياسەت)

**حِيَادِيٌّ** : بىتەرەپلىك ؛ ئادىللىق.

**سِيَاسَةٌ حِيَادِيَّةٌ**: بىتەرەپ سىياسەت ، بىتەرەپلىك سىياسىتى.

**حِيَازَةٌ** : ئىگىلىمەك ؛ ئېرىشمەك ، قولغا كەلتۈرمەك ؛ مۈلۈك.

**حِيَاصَةٌ** : ئۇلاغ (ئىگەرنىڭ)؛ بەلۋاغ (كىيىمنىڭ) ؛ كۆك سالماق.

**حِيَاضٌ** : هەيز؛ ئادەت كۆرمەك ، هەيز كۆرمەك.

**حَيَاكَةٌ** : توقۇش ، توقۇمىچىلىق.

**«لَسْتُ مَاهِرًا فِي حَيَاكَةِ الْكَنْزَاتِ الصُّوفِيَّةِ لِذَلِكَ أَرْجُو مِنْكَ أَنْ تَبْدَأَ لِي حَيَاكَةَ هَذِهِ الْكَنْزَةِ»** : يۇڭ پوپايكا توقۇشنى ئانچە ئۇقمايمەن ، شۇڭا ئۇنى باشلاپ بېرىشىڭىزنى ئۈمىد قىلىمەن.

**إِبْرَةُ الْحِيَاكَةِ** : توقۇش يىڭنىسى.

**حِيَالَ** : ئۇدۇلىدا ، روبىروسىدا ، ئۇدۇل كېلىش ، روبىرو كېلىش.

**حَيْثُ** : شۇ يەردە ، ئاۋۇ يەردە ؛ . . . جەھەتتىن.

**بِحَيْثُ** : شۇ سەۋەبتىن ، شۇنىڭ ئۈچۈن ، شۇڭا ، . . . ئۈچۈن ، . . . لىقتىن.

**مِنْ حَيْثُ الْمَبْدَإِ** : پرىنسىپ جەھەتتىن.

**مِنْ حَيْثُ الْأَسَاسِ** : ئاساسىي جەھەتتىن.

**حَيْثُ كَانَ** : قانداقلا بولمىسۇن ، قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر.

**مِنْ حَيْثُ الْإِدَارَةِ** : مەمۇرىي جەھەتتىن.

مِنْ حَيْثُ كَوْنٍ وَ نَوْعٍ : مەيلى سان ياكى سۈپەت جەھەتتىن بولسۇن.

«كَثِيرًا مَا نَذْهَبُ إِلَى الْمَكْتَبَةِ حَيْثُ نَقْرَأُ الْكُتُبَ أَوِ الْمَجَلاَّتِ أَوِ الصُّحُفَ» : بىز كىتاب، ژۇرنال ۋە گېزىتلەرنى ئوقۇش ئۈچۈن كۇتۇپخانىغا كۆپرەك بارىمىز.

«أَعُوذُ مِنْ حَيْثُ أَتَيْتُ» : مەن كەلگەن يېرىمدىن قايتىمەن (يانىمەن).

حَيْثُمَا : قەيەردە بولسۇن، قەيەردە بولۇشىدىن قەتئىينەزەر.

«حَيْثُمَا تَكْثُرُ السِّلَعُ تَنْخَفِضُ الأَسْعَارُ» : قەيەردە بولسۇن مال كۆپىيىدىكەن، باھا تۆۋەنلەيدۇ.

حَيْثِيَاتُ الْحُكْمِ : هۆكۈمنامە.

حَيْثِيَّةٌ : مۇناسىۋەت؛ شۆھرەت، ئابروي، ئىجتىمائىي ئورۇن.

أَهْلُ الْحَيْثِيَّةِ : مۆتىۋەرلەر، ئابرويلۇقلار، ئاتاقلىق ئەربابلار.

مِنْ هَذِهِ الْحَيْثِيَّةِ : مۇشۇ جەھەتتىن، بۇ جەھەتتىن.

حَيْدٌ . حَيَدَانٌ . حَيْدَةٌ : توغرا يولدىن چەتنەپ كەتمەك، بۇرۇلۇپ كەتمەك، ئېغىپ كەتمەك.

حَيْدَرٌ : شىر؛ قىسقا.

حَيْدَرَةٌ : شىر؛ ھالاكەت.

حِيَرٌ : كۆپ ئائىلە ئەزالىرى؛ كۆپ مال.

حِيَرَ الدَّهْرِ : مەڭگۈ، ئەبەدى.

حَيْرَانُ م حَيْرَى ج حَيَارَى : گاڭگىراپ قالغۇچى، تېڭىرقاپ قالغۇچى؛ يول تاپالماي قالغۇچى؛ سەرگەردان.

حَيْرَةٌ : گاڭگىراپ قالماق، تېڭىرقاپ قالماق، ھودۇقۇپ قالماق؛ سەرگەردان بولماق.

حِيرَةٌ : خىجالەتچىلىكتە قېلىش، گاڭگىراپ قېلىش؛ قىيىنچىلىقتا قېلىش.

حَيْزٌ : جاي، مەيدان، سورۇن، ماكان؛ ئۆي.

حَيْزَبُورٌ : قېرى ئايال، موماي.

حَيْزَبُونٌ : قېرى ئايال، موماي.

حَيْزُومٌ ج حَيَازِيمُ السَّفِينَةِ : كېمە تۇمشۇقى.

حَيْشٌ : جامائەت.

حَيْشَانٌ : قورقۇنچىسى كۆپ.

حَيْصٌ : قىيىنچىلىق، قاتتىقلىق.

وَقَعَ فِي حَيْصَ بَيْصَ : مۈشكۈللۈكتە قالدى.

حَيْضٌ : ھەيز، ئادەت كۆرۈش.

حِيضَةٌ : ھەيز لاتىسى.

حِيطَةٌ : دىققەت قىلماق، ئېھتىيات قىلماق، پەخەس بولماق، ھەزەر ئەيلىمەك.

أَخَذَ حِيطَتَهُ : ئېھتىيات قىلدى، پەخەس بولدى.

حَيْعَلَةُ الْمُؤَذِّنِ : مۇئەززىننىڭ «حَيَّ عَلَى الصَّلاَةِ» ياكى «حَيَّ عَلَى الْفَلاَحِ» دېيىشى.

حَيْفٌ ج حُيُوفٌ : زۇلۇم، جەبىر؛ ئادالەتسىزلىك، ناھەقچىلىق.

«إِنِّي لاَ أُشْهِدُ عَلَى حَيْفٍ» (حديث) : مەن ناھەقچىلىككە گۇۋاھلىق بەرمەيمەن.

حِيفَةٌ ج حِيَفٌ مِنَ الشَّيْءِ : بىر تەرەپ، بىر ئۇچى، يېنى.

حَيْقٌ : يامان ئاقىۋەت، يامان نەتىجە.

حَيْقَةٌ : بىر خىل خوش بۇي دەرەخ.

حَيْقَرٌ ج حَيَاقِرُ : خار، ئاجىز.

حَيْقُرٌ : خار، ئاجىز.

حَيْلٌ ج أَحْيَالٌ وَ حُيُولٌ : تۇرغۇن سۇ، توختام سۇ.

حَيْلٌ : كۈچ ـ قۇۋۋەت.

شُدَّ حَيْلَكَ : ئۆزۈڭنى تۇتۇۋال، ئۆزۈڭنى ئالدۇرۇپ قويما (بىرەر ئىشقا يولۇققان ئادەمگە تەسەللى بېرىش يۈزىسىدىن ئېيتىلىدۇ).

اَللَّهُمَّ ذَا الْحَيْلِ الشَّدِيدِ : كۈچ ـ قۇدرەتكە ئىگە ئى ئاللاھ!

عِلْمُ الْحِيَلِ : مېخانىك.

حِيلَةٌ ج حِيَلٌ : تەجرىبە؛ چارە ـ ئۇسۇل؛ ھىيلە، ھىيلە ـ نەيرەڭ، ئالدامچىلىق؛

پىلان ، ۋاسىتە ؛ تاكتىكا.

**لَاحِيلَةَ لَهُ:** ئۇنىڭ ئىمكانىيىتى يوق ، قولىدىن كەلمەيدۇ ، چارىسىز.

**«لَا حِيْلَةَ لَهُ فِي الرُّجُوعِ» :** يېنىۋېلىشتا ئۇنىڭ ئۇچۇن ئىمكان يوق.

**حِيْلَةٌ حَرْبِيَّةٌ:** تاكتىكا ، ئۇرۇش تاكتىكىسى.

**مَا بِالْيَدِ حِيْلَةٌ:** ھېچ ئامال يوق.

**حَيْلَقٌ ج حَيَالِقُ:** مۇسىبەت، كۆڭۈلسىزلىك.

**حَيْلُولَةٌ:** ئايرىلىپ كېتىش ؛ ئالدىنى ئېلىش.

**حِيَلِيٌّ:** ھىيلىگەرلىك ، مەككارلىق.

**حِيَلِيَّاتٌ:** مېخانىكا.

**حِيْنٌ ج أَحْيَانٌ وَ أَحَايِينُ:** ۋاقىت، چاغ، زامان، مەزگىل.

**«هَلْ أَتَى عَلَى الْإِنْسَانِ حِيْنٌ مِنَ الدَّهْرِ لَمْ يَكُنْ شَيْئًا مَّذْكُورًا» (قرآن) :** ئىنسان (ئانىسىنىڭ قورسىقىدا) بىر مۇددەتنى ئۆتكۈزدى، ئۇ (ئەرزىمىگەنلىكتىن) تىلغا ئېلىنمىغان نەرسە بولمىدى.

**فِي حِيْنِهِ:** ئۆز ۋاقتىدا.

**إِلَى حِيْنٍ:** ۋاقىتلىق ، ھازىرچە ، ۋاقىتىنچە.

**«كُنْتُ أَنْظُرُ بَيْنَ الْحِينِ وَالْحِيْنِ إِلَى سَاعَتِي الْيَدَوِيَّةِ» :** تۇرۇپ - تۇرۇپ قول سائىتىمگە قاراپ قوياتتىم.

**بَعْدَ حِيْنٍ:** ئازراق ۋاقىت ئۆتكەندە ، بىر مۇددەتتىن كېيىن.

**مِنْ حِينٍ إِلَى حِيْنٍ:** دائىم ، پات - پات.

**«بَيْنَمَا كُنْتُ أَتَمَشَّى سَقَطَتْ عَلَى رَأْسِي كُرَةٌ صَغِيرَةٌ عَلَى حِينِ غِرَّةٍ وَ جَعَلَتْنِي أَجْفَلُ» :** مەن كېتىۋاتسام بېشىمغا بىر كىچىك توپ تېگىپ ، ئويلىمىغان چاغدا مېنى چۆچۈتىۋەتتى.

**مِنْ ذَلِكَ الْحِيْنِ:** شۇ ۋاقىتتىن باشلاپ.

**حِيْنًا:** ۋاقىتىنچە ، ھازىرچە.

**حِيْنًا بَعْدَ حِيْنٍ:** شۇ چاغدا، ئەينى ۋاقىتتا، ئاندا- ساندا ، گاھى - گاھىدا ، بەزى چاغدا.

**حِيْنَئِذٍ:** شۇ چاغدا ، ئەينى ۋاقىتتا ، ئۆز ۋاقتىدا.

**فِي بَعْضِ الْأَحْيَانِ:** بەزى چاغدا ، بەزىدە.

**فِي أَغْلَبِ الْأَحْيَانِ:** كۆپ ۋاقىتلاردا ، كۆپ چاغلاردا.

**أَحْيَانًا:** بەزىدە ، بەزى چاغدا.

**حِيْنَمَا:** شۇ ۋاقىتتا، ئۆز ۋاقتىدا، شۇ چاغدا ، . . . . غان چاغدا.

**فِي الْأَحَايِيْنِ:** بەزى چاغلاردا.

**حِيْنَ ذَلِكَ:** شۇ چاغدا ، ئەينى ۋاقىتتا.

**حَيْنٌ:** ھالاكەت ، ئۆلۈم ؛ ئازاب - ئوقۇبەت.

**حِينَةٌ:** ۋاقىت ، مۇددەت ، مەزگىل.

**حَيَوَانٌ ج حَيَوَانَاتٌ:** ھايۋانلار ، ھايۋانات.

**عِلْمُ الْحَيَوَانِ:** زوئولوگىيە.

**حَدِيقَةُ الْحَيَوَانِ:** ھايۋاناتلار باغچىسى.

**حَيَوَانِيٌّ:** ھايۋانغا خاس ؛ ھايۋانلارنىڭ زوئولوگىيىلىك خۇسۇسىيەتلىرى.

**حَيَوَانِيَّةٌ:** ھايۋان تەبىئەت ، ھايۋان مىجەز؛ ۋەھشىيلىك.

**زِرَاعَةٌ حَيَوَانِيَّةٌ:** يەم - خەشەك ئۆسۈملۈكى.

**حَيَوِيٌّ:** تۇرمۇشقا دائىر ( تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرى )

**اَلْمَدَى الْحَيَوِيُّ:** تۇرمۇش دائىرىسى.

**«إِنَّ مَصَالِحَنَا الْحَيَوِيَّةَمُهَدَّدَةٌبِخَطَرِالْحَرْبِ» :** بىزنىڭ جانىجان مەنپەئەتىمىز ئۇرۇش خەۋپىنىڭ تەھدىتىگە ئۇچرىماقتا.

**مُضَادٌّ حَيَوِيٌّ:** باكتېرىيىگە قارشى دورا.

**حَيَوِيَّةٌ:** ساغلاملىق ، ھاياتىي كۈچ.

**اَلْقُوَّةُ الْحَيَوِيَّةُ:** ھاياتىي كۈچ ، ياشلىق ئىقتىدارى ، ھاياتلىق.

**اَلْأَعْضَاءُ الْحَيَوِيَّةُ:** ئىچەللىك يەر ، مۇھىم يەر ،

مۇھىم ئورۇن.

«لَقَدْ أُصِبْتُ بِالزُّكَامِ مُنْذُ يَوْمَيْنِ لِذٰلِكَ أَشْعُرُ بِضَعْفِ حَيَوِيَّتِي» : ئىككى كۈن بولدى زۇكام بولۇپ قالدىم ، شۇڭلاشقا كەيپىياتىم تازا ياخشى ئەمەس.

«كَانَ يُرِيدُ أَنْ يَحْيَا حَيَاةً حُرَّةً كَرِيمَةً» : ئۇ قىممەتلىك ئەركىن ھايات كەچۈرۈشنى ئويلايتتى.

حَيِّ: كەل ؛ ئالدىرا.

حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ: نامازغا كېلىڭلار.

حَيَّ عَلَى الْعَمَلِ: ئىشقا، خىزمەتكە تېز كېلىڭلار.

حَيِّ الطَّرِيقُ: يول روشەن بولدى ، ئېنىق بولدى، ئوچۇق بولدى.

حَيَّا يُحَيِّي تَحِيَّةً: سالام بەردى ؛ ئامانلىق تىلىدى ؛ تەبرىكلىدى.

حَيَّا الْخَمْسِينَ مِنْ عُمْرِهِ: ئۇنىڭ ئەللىككە كىرگەنلىكىنى تەبرىكلىدى.

حَيَّاكَ اللّٰهُ وَ بَيَّاكَ : ئاللاھ سېنى ئامان قىلسۇن ، ئاللاھ ساڭا ئۇزۇن ئۆمۈر ئاتا قىلسۇن.

حَيَّا الشَّعْبُ أَوِ الزَّعِيمُ: خەلق ياكى داھى ياشىسۇن!

«وَإِذَا حُيِّيتُمْ بِتَحِيَّةٍ فَحَيُّوا بِأَحْسَنَ مِنْهَا أَوْ رُدُّوهَا» «قۇرئان» : سىلەرگە بىر كىشى سالام بەرسە ، ئۇنىڭغا تېخىمۇ ياخشى سالام بىلەن جاۋاب قايتۇرۇڭلار ياكى ئۇنىڭ سالىمىنى ئەينەن قايتۇرۇڭلار.

حَيٌّ ج أَحْيَاءٌ: تىرىك ؛ جاندار؛ شوخ ، ئېتىك ، ھەرىكەتچان.

حَيٌّ بَاقٍ: مەڭگۈ ھايات.

عِلْمُ الْأَحْيَاءِ: بىئولوگىيە.

حَيُّ الضَّمِيرِ: ۋىجدانلىق.

اَلْأَحْيَاءُ وَ الْأَمْوَاتُ: تىرىكلەر ۋە ئۆلۈكلەر.

عِلْمُ الْأَحْيَاءِ الْمَائِيَّةِ: دېڭىز - ئوكيان بىئولوگىيىسى.

حَيَّةٌ ج حَيَّاتٌ وَ حَيَوَاتٌ: يىلان.

حَيَّةُ الْبَحْرِ: دېڭىز يىلىنى.

هُوَ مَوْسُوعَةٌ حَيَّةٌ: ئۇ بىر جانلىق ئېنسىكلوپېدىيە.

حَيَّدَ يُحَيِّدُ تَحْيِيدًا الشَّيْءَ: نەرسىنى بىر چەتكە قايرىپ قويدى ، تاشلاپ قويدى.

حَيَّرَ يُحَيِّرُ تَحْيِيرًا: گاڭگىرىتىپ قويدى ، ئېڭىرقاپ قالدۇردى، ھەيرەتتە قالدۇردى.

مَا الَّذِي حَيَّرَكُمْ: سىلەرنى نېمە گاڭگىرىتىپ قويدى.

فِي حَيْرَةٍ: خىجالەتچىلىكتە.

حَيِّزٌ: بوشلۇق ، ئورۇن، جاي ، ماكان ، دائىرە ئىچىگە ئېلىنغان جاي ، سورۇن.

لَمْ تَخْرُجْ إِلَى حَيِّزِ الْوُجُودِ: ۋۇجۇدقا چىقمىدى.

حَيِّزٌ مِنَ الدَّارِ: ئۆي جاھازلىرى.

فِي حَيِّزِ الْإِمْكَانِ: ئىمكانىيەت دائىرىسىدە، مۇمكىنقەدەر.

فِي حَيِّزِ الصَّلَاحِيَّةِ الدَّاخِلِيَّةِ: ئىچكى تەييارلىق دائىرىسى ئىچىدە.

فِي حَيِّزِ هٰذَا الْمَفْهُومِ: مۇشۇ چۈشەنچە رامكىسىدا.

حَيَّضَ يُحَيِّضُ تَحْيِيضًا الْمَاءَ أَوِ الدَّمَ: سۇنى ياكى قاننى ئېقىتتى.

حَيَّقَ يُحَيِّقُ تَحْيِيقًا الطَّعَامَ: تائامغا تەم كىرگۈزدى ، تەملىك قىلدى.

حَيَّهَلْ: ئۇنى قوي ، تاشلا ! بولدى قىل !

حَيَّهَلًا: بېرى كەل ! تېز كەل !

حَيُّوتٌ: ئەركەك يىلان.

حَيِيٌّ: ھايالىق ، نومۇسچان ، ئۇياتچان.

حُيَيٌّ: مىكروب ، باكتېرىيە ؛ مىكرو ئورگانىزم.

# خ

خ «اَلْخَاءُ» : ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ 7.ھەرپى بولۇپ، ئەبجەد ھېسابىدا «600» نى بىلدۈرىدۇ.

خَابَ يَخِيْبُ خَيْبَةً الشَّخْصُ : مەغلۇپ بولدى ؛ نىشانغا تەگكۈزەلمىدى ؛ قولدىن كەتكۈزۈپ قويدى ؛ ئۈمىدسىزلەندى.

«وَاسْتَفْتَحُوْا وَخَابَ كُلُّ جَبَّارٍ عَنِيْدٍ» «قرآن» : پەيغەمبەرلەر ئاللاھتىن مەدەت تىلىدى، ھەر بىر ئۆچىغا چىققان تەرسا، شەپقەتسىز (يەنى ئاللاھقا ئىتائەت قىلىشقا گەدەنكەشلىك قىلىپ ھەقىقەتتىن باش تارتقۇچى) ھالاك بولدى.

خَابَ سَعْيُهُ: تىرىشچانلىقى بىكار كەتتى.

خَابَ أَمَلُهُ: ئۈمىدسىزلەندى.

خَابَرَ يُخَابِرُ مُخَابَرَةً : ئالاقە قىلىشتى، خەۋەرلەشتى.

خَابِطٌ: نىشانسىز ماڭغۇچى.

خَابِطُ لَيْلٍ: تىمىسقىلاپ ماڭغۇچى، قارىغۇلارچە ماڭغۇچى.

خَابِلٌ: شەيتان ، ھازازۇل ؛ بۇزغۇنچى.

اَلْخَابِلاَنِ: كېچە بىلەن كۈندۈز.

خَابِيَةٌ ج خَوَابٍ: كوزا ، كومزەك.

خَاتِرٌ: خائىن ، زىيانكەشلىك قىلغۇچى ، يۈز ئۆرۈگۈچى ، مەككار ، خىيانەتچى.

خَاتِعٌ : قاچقۇن.

خَاتَلَ يُخَاتِلُ مُخَاتَلَةً: ئالدامچىلىق قىلدى ، خىيانەت قىلدى ، پەللىدى.

خَاتَمٌ ج خَوَاتِمُ : ئۈزۈك ؛ ئاخىرقىسى ، تۈگەنچىسى.

«مَاكَانَ مُحَمَّدٌ أَبَا أَحَدٍ مِنْ رِجَالِكُمْ وَلَكِنْ رَسُولَ اللّٰهِ وَخَاتَمَ النَّبِيِّينَ» «قرآن» : مۇھەممەد ئاراڭلاردىكى ئەرلەردىن ھېچبىرىنىڭ ئاتىسى ئەمەس، لېكىن (ئۇ) ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاخىرقىسىدۇر.

خَاتَمُ الزَّوَاجِ: توي ئۈزۈكى.

خَاتَمُ سُلَيْمَانَ: سۇلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈزۈكى ( رىۋايەتلەردە سۇلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر ئۈزۈكى بولۇپ ، ئۇنى تاقاپ ئىدىرلاتسا جاھاندىكى جىمى نەرسىلەر ھازىر بولىدىغانلىقى ، جىنلار ۋە شاماللار ئۇنىڭ خىزمىتى ئۈچۈن تەييار تۇرىدىغانلىقى دېيىلگەن) .

خَاتَمٌ ج خَوَاتِمُ: پوچتا ماركىسى ، تامغا ، مۆھۈر.

خَاتِمَةٌ ج خَوَاتِمُ: ئىشنىڭ ئاخىرى ، خۇلاسە ، يەكۈن ؛ نۇتۇق ۋە لېكسىيەلەرنىڭ خاتىمىسى ( ماقالە ئاخىرىدا دېيىلىدىغان سۆز ) .

خَاتِمَةُ الْخِطَابِ: نۇتۇقنىڭ تۈگەنچىسى ، خاتىمىسى.

خَاتِمَةُ الْكِتَابِ: كىتابنىڭ تۈگەنچىسى ، خاتىمىسى.

خَاتِمَةُ الْمَطَافِ: ئاخىر.

«اَلْأُمُورُ بِخَوَاتِيمِهَا» : ئىشلارنىڭ مۇۋەپپەقىيەتلىك بولۇشى ، ئۇلارنىڭ ئاخىرىغا باغلىق.

خَاثِرٌ: قېتىپ قالغۇچى ، ئۇيۇپ قالغۇچى.

خَاثِرَةٌ: قان ئۇيۇلمىسى.

خَادِرٌ: ئېرىنچەك ، ھورۇن.

خَادَعَ يُخَادِعُ مُخَادَعَةً وَ خِدَاعًا: ئالداشقا ئۇرۇندى ، ساختىلىق قىلدى ، ئالدىدى.

«إِنَّ الْمُنَافِقِيْنَ يُخَادِعُونَ اللّٰهَ وَهُوَ خَادِعُهُمْ» «قرآن» : شۈبھىسىزكى، مۇناپىقلار ئاللاھنى ئالدىماقچى بولۇشىدۇ، ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئالدام-

لِعْقٌ رِئْبَالٌ: قولاق كەستى ئوغرى.

رُؤْبَةٌ ج رِئَابٌ: پارچە، ئۇۋاق؛ كىچىكىنە بىر قىسمى؛ تەلەپ، ھاجەت.

رِئَةٌ ج رِئَاتٌ: ئۆپكە.

اِلْتِهَابُ الرِّئَةِ: ئۆپكە ياللۇغى.

ذَاتُ الرِّئَةِ: ئۆپكە ياللۇغى.

تَنَفَّسَ بِمِلْئِ رِئَتَيْهِ: ھوزۇرلاندى، راھەتلەندى.

رَأْدٌ، رَأْدَةٌ ج أَرْؤُدٌ: چىرايلىق قىز، ساھىبجامال.

فَتَاةٌ رَأْدَةٌ: ساھىبجامال قىز.

رِئْدٌ ج أَرْآدٌ: زامانداش.

رُؤْدٌ رُؤْدَةٌ ج أَرْآدٌ: چىرايلىق قىز، ساھىبجامال.

رَأْرَأَ يُرَأْرِئُ رَأْرَأَةً بِعَيْنَيْهِ: كۆز قارچىغىنى مىدىرلاتتى.

رَأَسَ يَرْأَسُ رِئَاسَةً و رِيَاسَةً الْقَوْمَ: قەۋمغا يېتەكچىلىك قىلدى.

رَأَسَ الْعَمَلَ: ئىش باشقۇردى، ئىشقا رىياسەتچىلىك قىلدى.

رَأَسَ الْجَمْعِيَّةَ: جەمئىيەتكە رەئىس بولدى.

رَأَسَ الْاِجْتِمَاعَ: يىغىنغا رىياسەتچىلىك قىلدى.

رَأَسَهُ بِالْعَصَا: تاياق بىلەن ئۇنىڭ بېشىغا ئۇردى.

رُئِسَ الشَّخْصُ: بېشى ئاغرىدى.

رَئِسَ يَرْأَسُ رَأْسًا الشَّخْصُ: بېشى چوڭ بولدى، بېشى چوڭقايدى.

رَؤُسَ يَرْؤُسُ رِئَاسَةً: باشلىق بولدى، رەھبەر بولدى.

رَأْسٌ ج أَرْؤُسٌ و آرَاسٌ و رُؤُوسٌ: باش، كاللا، چوققا.

«وَإِذَا قِيلَ لَهُمْ تَعَالَوْا يَسْتَغْفِرْ لَكُمْ رَسُولُ اللهِ لَوَّوْا رُؤُوسَهُمْ» «قۇرئان»: ئۇلارغا ئۇزرە ئېيتىپ: كېلىڭلار، «رەسۇلۇللا سىلەرگە مەغپىرەت تىلەيدۇ» دېيىلسە (مەسخىرە قىلىش يۈزىسىدىن) باشلىرىنى سىلكىيدۇ.

«قَالَ رَبِّي وَهَنَ الْعَظْمُ مِنِّي وَاشْتَعَلَ الرَّأْسُ شَيْبًا» «قۇرئان»: ئۇ ئېيتتى: مەن ھەقىقەتەن كۈچ - قۇۋۋىتىمدىن كەتتىم، چېچىم ئاقاردى.

أَخَذَ بِرَأْسِهِ: بېشىنى چاڭگاللىدى.

رَأْسُ الشَّيْءِ: نەرسىنىڭ بېشى، يۇقىرى تەرىپى.

رَأْسُ الزَّاوِيَةِ: چوققا بۇلۇڭى.

رَأْسُ السَّنَةِ: يېڭى يىل، يىل بېشى.

«تُعَطَّلُ الْعُمَّالُ فِي الْبِلَادِ الْعَرَبِيَّةِ يَوْمَ رَأْسِ السَّنَةِ الْهِجْرِيَّةِ»: ھىجرىيە يىلىنىڭ بىرىنچى كۈنى ئەرەب دۆلەتلىرىدە ئىشچىلار دەم ئېلىشقا قويۇۋېتىلىدۇ.

رَأْسُ الْفِتْنَةِ: پىتنىنىڭ بېشى، پىتنىنىڭ ئۇچىقى.

رَأْسُ الشَّهْرِ الْقَمَرِيِّ: قەمەرىيە ئاينىڭ بېشى.

رَأْسُ السُّلَّمِ: شوتىنىڭ بېشى.

رَأْسُ الْفَسَادِ: بۇززۇقچىلىقنىڭ ئانىسى، چىرىكلىكنىڭ مەنبەسى.

جَعَلَ رَأْسَهُ بِرَأْسِهِ: ئۇنىڭ بىلەن ئۆزىنى باراۋەر چاغلىدى.

«صَبَّ غَضَبَهُ فَوْقَ رَأْسِهِ»: ئۇنىڭغا خاتالىقنىڭ جاۋابكارلىقىنى ئارتتى.

عَلَى الرَّأْسِ وَالْعَيْنِ: خۇشاللىق بىلەن تولۇق قوشۇلىمەن.

غِطَاءُ الرَّأْسِ: بۆك، باش كىيىم.

فَعَلَهُ رَأْسًا: ئۇنى باشتىن ئىشلىدى.

قَلَّبَهُ رَأْسًا عَلَى عَقِبٍ: ئۇنى ئوڭتەي - تونتەي قىلىۋەتتى.

لَوَّى رَأْسَهُ: مەنسىتمىدى، كۆزگە ئىلمىدى.

مَسْقَطُ الرَّأْسِ: تۇغۇلغان جاي.

رَأْسُ الْمَالِ الْقَوْمِيِّ: ئومۇمىي مۇلۇكچىلىك كاپىتالى.

رَأْسُ الْمَالِ الْجَارِي: نەق كاپىتال.

رَأْسُ الْمَالِ الْبَشَرِيِّ: ئەمگەك كۈچى.

هَذَا شَيْءٌ بِرَأْسِهِ: مۇستەقىل.

مِنَ الرَّأْسِ إِلَى أَخْمَصِ الْقَدَمِ: كوكۇلىسىدىن تاپىنىغىچە.

رَأْسًا بِرَأْسٍ: تەڭمۇ تەڭ، باراۋەر.

عَلَى رَأْسِ كَذَا مِنَ الرِّجَالِ: بىر قانچە كىشىنى

باشلاپ.

**رَأْسُ الْقَوْمِ:** قەۋمنىڭ باشلىقى، قەۋم رەھبىرى، قەۋم ئاقساقىلى.

**«حَضَرَ الْحَفْلَ جُمْهُورٌ كَبِيرٌ عَلَى رَأْسِهِ وَزِيرُ الثَّقَافَةِ» :** مۇراسىمغا مەدەنىيەت مىنىستىرى باشچىلىقىدا نۇرغۇن كىشى قاتناشتى.

**«أَخَذَتْ مِنْ جَارَتِهَا رَأْسًا مِنَ الثُّومِ» :** قوشنىسىدىن بىر باش سامساق ئېلىپ چىقتى.

**هَزَّ رَأْسَهُ بِالْمُوَافَقَةِ:** قوشۇلغانلىقىنى بىلدۈرۈپ بېشىنى لىڭشىتتى.

**رَأْسًا:** بىۋاسىتە.

**رَأْسًا عَلَى عَقِبٍ:** تەتۈر، بېشى ئايىغىغا بولۇپ قالغان، قالايمىقان، رەتسىز.

**عَلَى رُؤُوسِ الْأَشْهَادِ:** گۇۋاھچىلار ئالدىدا.

**عَلَى رُؤُوسِ الْمَلَإِ:** كۆپچىلىكنىڭ ئالدىدا، جاما-ئەت ئالدىدا، ئامما ئالدىدا، ئاشكارا.

**تَصْدِيرُ رُؤُوسِ الْأَمْوَالِ:** (سىرتقا) كاپىتال چىقارماق.

**«وَإِنْ تُبْتُمْ فَلَكُمْ رُؤُوسُ أَمْوَالِكُمْ لاَ تَظْلِمُونَ وَلاَ تُظْلَمُونَ» «قرآن» :** ئەگەر (جازانە قىلىش-تىن) تەۋبە قىلساڭلار، (قەرز بەرگەن) سەرما-يەڭلار ئۆزۈڭلارغا قايتىدۇ، باشقىلارغا زىيان تارتقۇزمايسىلەر، ئۆزۈڭلارمۇ زىيان تارتماي-سىلەر.

**رَأْسِمَالٌ:** كاپىتال، دەسمايە، سەرمايە، مەبلەغ.

**اَلرَّأْسِمَالُ الْمُتَدَاوَلُ:** كۆچمە كاپىتال.

**اَلرَّأْسِمَالِيُّ:** كاپىتالىست، باي، مالدار.

**«تَشْتَدُّ الْحَرْبُ الْبَارِدَةُ بَيْنَ النِّظَامَيْنِ الرَّأْسِمَالِيِّ وَالْاِشْتِرَاكِيِّ» :** كاپىتالىزم تۈزۈمى بىلەن سوتسىيالىزم تۈزۈمىدىن ئىبارەت ئىككى تۈزۈم ئوتتۇرىسىدا سوغۇق ئۇرۇش مۇناسىۋىتى كۈچەيمەكتە.

**اَلْمُجْتَمَعُ الرَّأْسِمَالِيُّ:** كاپىتالىستىك جەمئى-يەت، كاپىتالىزم جەمئىيىتى.

**اِقْتِصَادٌ رَأْسِمَالِيٌّ:** كاپىتالىستىك ئىقتىساد.

**نِظَامٌ رَأْسِمَالِيٌّ:** كاپىتالىستىك تۈزۈم، كاپىتا-لىزم تۈزۈمى.

**رَأْسِمَالِيَّةٌ:** كاپىتالىزم.

**اَلرَّأْسِمَالِيَّةُ الْبِيرُقْرَاطِيَّةُ:** بيۇكرات كاپىتالىزم.

**اَلرَّأْسِمَالِيَّةُ الصِّنَاعِيَّةُ:** سانائەت كاپىتالىزمى.

**اَلرَّأْسِمَالِيَّةُ الدَّوْلِيَّةُ:** دۆلەت كاپىتالىزمى.

**رَأْسِمَالِيَّةٌ وَطَنِيَّةٌ:** مىللىي كاپىتالىزم.

**رَأْسِيٌّ:** تىك؛ كاللىنىڭ، باشنىڭ.

**رَأَفَ يَرْأَفُ رَأْفَةً بِهِ:** ئىچىندى، ئىچ ئاغرىتتى.

**رَئِفَ يَرْأَفُ رَأْفًا بِهِ:** ئىچ ئاغرىتتى.

**رَؤُفَ يَرْؤُفُ رَأْفَةً وَرَآفَةً بِهِ:** ئىچ ئاغرىتتى.

**رَأْفٌ. رَؤُفٌ:** رەھىم قىلغۇچى، مەرھەمەتلىك، كۆيۈمچان، شەپقەتلىك.

**رَئِفٌ ج رَئِفُونَ:** كۆيۈمچان، مېھرىبان، شەپقەت-لىك.

**رَأْفَةٌ:** مەرھەمەت، ئىچ ئاغرىتىش، رەھىمدىللىق.

**«وَلاَتَأْخُذْكُمْ بِهِمَارَأْفَةٌفِي دِينِاللّٰهِ» «قرآن» :** ئاللاھنىڭ دىنىنىڭ (ئەھكاملىرىنى ئىجرا قىلىشتا) ئۇلارغا رەھىم قىلماڭلار.

**رَأْلٌ ج أَرْؤُلٌ وَرِئْلاَنٌ و رِئَالٌ و رِئَالَةٌ:** بىر ياشلىق تۆگە قۇشى.

**رَئِمَ يَرْأَمُ رَأْمًا الشَّيْءَ:** ياخشى كۆردى، كۆڭلى چۈشتى، ياراتتى.

**«تَرْأَمُهُ وَيَأْبَاهَا» :** دۇنيا ھەزرىتى ئۆمەرنى قوغلىشىدۇ ـ يۇ، ئەمما ھەزرىتى ئۆمەر ئۇنىڭ-غا نەزەر كۆزىنى سالمايدۇ «ھەزرىتى ئائىشە-نىڭ سۆزىدىن» .

**رَئِمَتِ الْأُنْثَى وَلَدَهَا:** ئايال بالىسىغا كۆيۈندى.

**رِئْمَةٌ. رِئْمٌ ج آرَامٌ:** ئاق بۆكەن، ئاھۇنىڭ بالىسى؛ ساھىبجامال ئايال (چىرايلىق ئاياللار بۇنىڭغا ئوخشىتىلىدۇ) .

**رَؤُوفٌ:** رەھىم قىلغۇچى، شەپقەتلىك، مەرھەمەت-لىك، كۆيۈمچان.

**اَلرَّؤُوفُ:** ئاللاھ تائالانىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ «رەھىم قىلغۇچى ناھايىتى شەپقەتلىك ئاللاھ» دېگەن مەنىدە.

**رَؤُومٌ ج رَوَائِمُ:** كۆيۈمچان، مېھرىبان.

**أُمٌّ رَؤُومٌ:** كۆيۈمچان ئانا.

رَأَى يَرَى رُؤْيَةَ الشَّيْءَ: كۆردى، قارىدى.

«مَاكَذَبَ الْفُؤَادُ مَارَأَى» «قرآن» : ئۇنىڭ كۆرگىنىنى دىلى ئىنكار قىلمىدى (يەنى راست كۆردى).

رَآهُ رَأْيَ الْعَيْنِ: ئۇنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆردى.

رَآهُ بِأُمِّ عَيْنَيْهِ: ئۇنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆردى.

رَأَى مِنْهُ عَجَبًا: كۈتمىگەن نەرسىنى كۆردى.

رَأَى يَرَى رُؤْيَا: چۈشەكىدى، چۈش كۆردى.

«قَالَ يَابُنَيَّ إِنِّيأَرَى فِيالْمَنَامِ أَنِّيأَذْبَحُكَ» «قرآن» : ئىبراھىم : « ئى ئوغلۇم ! مەن سېنى بوغۇزلاپ قۇربانلىق قىلىشقا ( ئەمىر قىلىنىپ ) چۈشەپتىمەن ( پەيغەمبەرلەرنىڭ چۈشى ھەقىقەتتۇر ۋە ئۇلارنىڭ ئىشلىرى ئاللاھنىڭ ئەمرى بويىچە بولىدۇ ) » دېدى.

رَأَى الْعَالِمُ شَيْئًا: ئالىم نەرسىگە ئېتىقاد قىلدى.

رَأَى فُلَانًا عَالِمًا: پالانىنى ئالىم دەپ بىلدى.

رَأَيْتُنِي عَلَى حَقٍّ: ئۆزۈمنى ھەقلىق ھېسابلىدىم.

تُرَى: شۇنداق دەپ قارامسىز؟

يَاتُرَى: شۇنداق دەپ قارامسىز؟

يَاهَلْ تُرَى: شۇنداق دەپ قارامسىز؟

أَيْنَ ذَهَبَ يَاتُرَى: قەيەرگە كەتتى دەپ ئويلايسىز؟

رَأْيٌ ج آرَاءٌ: پىكىر، ئوي، كۆز قاراش، تەكلىپ، مۇلاھىزە.

ذُو الرَّأْيِ: چوڭقۇر پىكىرلىك، دانا.

قِسْمُ الرَّأْيِ «فِي الْقَانُونِ» : قانۇنىي مەسلىھەت ئېلىش ئىدارىسى.

«لَابُدَّ مِنْ أَخْذِ الرَّأْيِ عَلَى كَذَا» : ئاۋازغا قويۇش زۆرۈر، ئاۋازغا قويماي بولمايدۇ.

«مَا تَقُولُهُ لَايُمَثِّلُ الرَّأْيَ الْعَامَّ» : سېنىڭ دېگەنلىرىڭ جامائەت پىكرىگە ۋەكىللىك قىلمايدۇ.

«لَا تَتَعَجَّلْ إِصْدَارَ رَأْيٍ فِي الْمَوْضُوعِ قَبْلَ دِرَاسَتِهِ» : بۇ جەھەتتە ئويدان تەھلىل قىلىش-تىن بۇرۇن پىكىر بايان قىلىشقا ئالدىراپ كەتمە!

«عَبَّرَ عَنْ رَأْيِهِ بِصَرَاحَةٍ» : پىكىرنى ئاشكارا ئوتتۇرىغا قويدى.

اَلرَّأْيُ الْعَامُّ: جامائەت پىكرى، جامائەتچىلىك.

عَلَى رَأْيِ الْمَثَلِ: ماقال - تەمسىلدىكىدەك.

أَهْلُ الرَّأْيِ: نوپۇزلۇق كىشىلەر، ئابرۇيلۇق ئەرباب (مۇئەييەن پرىنسىپلار ئاساسىدا شەرىئەت ئەھكاملىرىنى بېكىتىدىغان ئۆلىمالار)

أَخْذُ الرَّأْيِ: پىكىر ئالماق.

صُلْبُ الرَّأْيِ: پىكرىدە چىڭ تۇرىدىغان تەرسا.

رَأْيٌ دَبْرِيٌّ: پۇرسەتنى قولدىن بېرىش، پۇرسەتنى ئۆتكۈزۈۋېتىش.

رَأْيٌ فَطِيرٌ: پىشمىغان پىكىر.

مَازِلْتُ عِنْدَ رَأْيِي: ئۆز پىكرىمدە چىڭ تۇردۇم.

تَبَادُلُ الْآرَاءِ: پىكىر ئالماشتۇرماق.

رِئَوِيٌّ: ئۆپكىدەك، ئۆپكە خاراكتېرلىك.

سِلٌّ رِئَوِيٌّ: سىل كېسىلى.

طَاعُونٌ رِئَوِيٌّ: ئۆپكە راكى.

رُؤْيَا ج رُؤًى : چۈش، خىيال.

رُؤْيَا إِلٰهِيَّةٌ: بېشارەت.

اَلرُّؤْيَاالصَّادِقَةُ: راست چۈش.

«يَاأَيُّهَاالْمَلَأُ أَفْتُونِي فِي رُؤْيَايَ إِنْ كُنْتُمْ لِلرُّؤْيَا تَعْبُرُونَ» «قرآن» : ئى ئەربابلار! سىلەر ئەگەر چۈش تەبىرىنى بىلسەڭلار، بۇ چۈشۈمگە تەبىر بېرىپ بېقىڭلار.

رُؤْيَةٌ ج رُؤًى: كۆز قاراش، پىكىر.

لَيْلَةُ الرُّؤْيَةِ: رامىزان كىرىدىغان كېچە.

اِخْتِلَاطُ الرُّؤْيَةِ: مۈجمەللىك، مۇرەككەپلىك، ئېنىقسىزلىق.

«أَنَا سَعِيدٌ لِرُؤْيَتِكَ» : سىنى كۆرگەنلىكىمدىن بەختىيارمەن.

رَئِيسٌ ج رُؤَسَاءُ: باشلىق، رەھبەر، رەئىس، زۇڭتۇڭ، مۇدىر، كاتتىباش.

رَئِيسُ إِدَارَةٍ: ئىدارە باشلىقى.

**رَئِيسُ جَلْسَةٍ:** يىغىن رەئىسى.

**رَئِيسُ دَيْرٍ:** باش راھىب، باش مۇناخ.

**رَئِيسُ مَحْكَمَةٍ:** سوت باشلىقى.

**رَئِيسُ اللَّجْنَةِ التَّنْفِيذِيَّةِ:** ئىجرائىيە كومىتېت رەئىسى.

**رَئِيسٌ فَخْرِيٌّ:** پەخرىي رەئىس.

**رَئِيسٌ عَامِلٌ:** رەئىس، جەمئىيەت باشلىقى.

**رَئِيسُ أَرْكَانِ الْحَرْبِ:** باش سەنمۇجالىق، باش شتاب باشلىقى.

**رَئِيسُ أَرْكَانِ الْحَرْبِ الْفِرْقَةِ:** دىۋىزىيە شتاب باشلىقى.

**رَئِيسُ التَّحْرِيرِ:** باش تەھرىر، باش مۇھەررىر.

**رَئِيسُ الْقِسْمِ السِّيَاسِيِّ:** سىياسىي بۆلۈم مۇدىرى.

**رَئِيسُ مَدْرَسَةٍ:** مەكتەپ مۇدىرى.

**رَئِيسُ مَعْهَدٍ:** ئىنىستىتۇت مۇدىرى.

**رَئِيسُ الْوُزَرَاءِ:** باش مىنىستىر، مىنىستىرلار سوۋېتىنىڭ رەئىسى، زۇڭلى، ۋەزىر ئەزەم.

**رَئِيسُ مَجْلِسِ الْوُزَرَاءِ:** باش ۋەزىر، باش مىنىستىر، زۇڭلى، ۋەزىر ئەزەم.

**رَئِيسُ الْأَسَاقِفَةِ:** باش روھانىي.

**رَئِيسُ الشَّمَامِسَةِ:** مۇئاۋىن باش روھانىي.

**رَئِيسُ نَفْسِهِ:** ئۆزىنى تۇتالايدىغان ئادەم، ئۆزىنى كونترول قىلالايدىغان ئادەم.

**رُؤَسَاءُ رُوحَانِيُّونَ:** روھانىي ئەربابلار، دىنىي ئەرباب-لار.

**رَئِيسَةٌ:** رەئىسە، ئايال رەئىس.

**رَئِيسِيٌّ:** مۇھىمى، ئاساسلىقى.

**«هَذِهِ مَسْأَلَةٌ رَئِيسِيَّةٌ» :** بۇ-تۈپ مەسىلە، بۇ ـ ئاساسىي مەسىلە.

**«خِلَافُنَا عَلَى الْمَسَائِلِ الرَّئِيسِيَّةِ قَبْلَ الصَّغِيرَةِ» :** بىزنىڭ ئىختىلاپىمىز كىچىك مەسىلىلەردىن بۇرۇن ئاساسلىق مەسىلىلەر ئۈستىدىدۇر.

**مَقَالَةٌ رَئِيسِيَّةٌ:** باش ماقالە.

**اَلْأَعْضَاءُ الرَّئِيسِيَّةُ:** ئاساسلىق ئەزالار، مۇھىم ئەزالار.

**رَئِيقٌ:** رەھىم قىلغۇچى، مەرھەمەتلىك، كۆيۈم-چان، شەپقەتلىك.

**رَبَا يَرْبُو رَبْوًا و رُبُوًّا الْمَالُ:** مال كۆپەيدى، ئۆستى، ئاشتى.

**«وَمَا آتَيْتُمْ مِنْ رِبًا فِي أَمْوَالِ النَّاسِ فَلَا يَرْبُوا عِنْدَاللّٰهِ» «قرآن» :** سىلەر كىشىلەرنىڭ پۇل ـ مېلى ئىچىدە ئۆستۈرۈش ئۈچۈن بىرەر پۇل ـ مال بەرسەڭلار ، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئۇ ئۆسمەيدۇ (يەنى كىشىلەر بەرگىنىمىدىن جىقراق قايتۇرسۇن، دېگەن نىيەت بىلەن بەرگەن سوۋغىنىڭ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ساۋابى بولمايدۇ) .

**رَبَا الرَّابِيَةَ:** ئېگىزلىككە چىقتى، ياماشتى، ئۆستى، ئۆرلىدى.

**رَبَا الشَّخْصُ:** زىققا كېسىلىگە دۇچار بولدى، دەم سىقىلىش كېسىلىگە گىرىپتار بولدى.

**رَبَا عَلَى:** ئاشتى، ئارتىپ كەتتى، ھالقىدى، ھالقىپ كەتتى.

**رَبَا الْوَلَدُ:** بالا يېتىلدى، ئۆسۈپ يېتىلدى.

**رَبَا الْعَجِينُ:** خېمىر بولدى (كۆپتى) .

**رَبَا الْجُرْحُ:** يارا ئىششىدى.

**رِبًا.رِبَاءٌ:** جازانە، ئۆسۈم.

**اَلرِّبَا الْفَاحِشُ:** يۇقىرى ئۆسۈم، يۇقىرى جازانە، جازانىخورلۇق.

**«وَأَحَلَّ اللّٰهُ الْبَيْعَ وَحَرَّمَ الرِّبَا» «قرآن» :** ئاللاھ سودا ـ سېتىقنى ھالال قىلدى ، جازانىنى (بەدەلسىز بولغانلىقتىن شەخسكە ۋە جەمئى-يەتكە زىيانلىق بولغانلىقى ئۈچۈن) ھارام قىلدى.

**رَبَأَ يَرْبَأُ رَبْأً:** كۆتۈرۈلدى، ئۆرلىدى، كۆپتى؛ ئېگىزدىن قارىدى، ئېگىزدىن نەزەر سالدى.

**رَبَأَ الشَّيْءَ:** كۆتۈردى، ئېگىزلەتتى.

**رَبَأَ لَهُمْ:** ئۇلارغا كۆز ـ قۇلاق بولدى.

**رَبَأَتِ الْأَرْضُ:** يەر كۆتۈرۈلۈپ دۆڭلەشتى.

**لَايُرْبَأُ بِهَذَا الْأَمْرِ:** بۇ ئىش بىلەن كارى بولماي-دۇ، بۇ ئىشنى مەنسىتمەيدۇ.

**رَبَابٌ.رَبَابَةٌ ج رَبَابَاتٌ:** راۋاب، ئىسكىرىپكا؛ ئاق

بولۇت.

«اِنْقَشَعَتِ الْغُيُومُ وَلَمْ يَبْقَ إِلَّا شَيْءٌ مِن رَبَابٍ يُزَيِّنُ السَّمَاءَ» : قارا بۇلۇتلار تاراپ كېتىپ پەقەت ئاسماننى چىرايلىق كۆرسىتىدىغان ئازغىنە ئاق بۇلۇتلارلا قالدى.

رِبَابَةٌ: خوجايىنلىق.

رَبَاحٌ: پايدا، مەنپەئەت، نەپ.

رِبَاطٌ ج أَرْبِطَةٌ و رِبَاطَاتٌ و رُبُطٌ: تانا، شوينا، يىپ؛ ساراي، دەڭ، پاناھلىنىدىغان جاي، مۇساپىرخانا، رابات.

رِبَاطُ الْحِذَاءِ: ئاياغ بوغقۇچى، ئاياغ شوينىسى.

رِبَاطُ الْأَوْعِيَةِ الدَّمَوِيَّةِ: تېكىش يىپى (ئوپېراتسىيىدە).

رِبَاطٌ عَاطِفِيٌّ: مۇھەببەت رىشتىسى، ھېسسىيات جەھەتتىن باغلىنىش.

رِبَاطُالزَّوْجِيَّةِ: ئەر - خوتۇنلۇق مۇناسىۋەت، ئەر - ئاياللىق مۇناسىۋەت.

رِبَاطُ الْجَوَارِبِ: پايپاق بوغقۇچ ، چورۇقنىڭ بوغقۇچى.

رِبَاطُ الْخَيْلِ: ئاتنى غازاتقا تەييارلىماق.

«وَأَعِدُّوا لَهُمْ مَا اسْتَطَعْتُمْ مِنْ قُوَّةٍ وَمِنْ رِبَاطِ الْخَيْلِ» «قرآن» : دۈشمەنلىكلەر (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى، جەڭ ئېتى تەييارلاڭلار.

رِبَاطٌ ج رِبَاطَاتٌ: ھەربىي لاگېر، قوشۇن تۇرىدىغان قەلئە، لەڭگەر، تەكىيخانا.

«تَكْثُرُ الرِّبَاطَاتُ فِي الْمَغْرِبِ الْعَرَبِيِّ» : ماراكەشتە تەكىيخانىلار كۆپەيمەكتە.

رَبَاطَةٌ: ساباتلىق، باتۇرلۇق، جۈرئەتلىك، مۇقىملىق، تۇراقلىق.

رَبَاطَةُ الْجَأْشِ: ئېغىر - بېسىقلىق، يۈرەكلىك، جەسۇرلۇق.

«يَجِبُ أَنْ تَتَّصِفَ بِرَبَاطَةِالْجَأْشِ حَتَّى تَجْتَازَ مَا يُصَادِفُكَ مِنْ مَصَاعِبَ» : دۇچ كەلگەن قىيىنچىلىقلارنى يېڭىشىڭ ئۈچۈن جەسۇر ساباتلىق بولۇشۇڭ كېرەك.

رُبَاعُ: تۆتتىن - تۆتتىن.

«جَاعِلِ الْمَلَائِكَةِ رُسُلًا أُولِي أَجْنِحَةٍ مَثْنَى وَثُلَاثَ وَرُبَاعَ» «قرآن» : پەرىشتىلەرنى ئىككى قاناتلىق ، ئۈچ قاناتلىق ، تۆت قاناتلىق ئەلچىلەر قىلغۇچى ئاللاھ.

رُبَاعِيٌّ م رُبَاعِيَّةٌ: تۆت ھەرپلىك.

رُبَاعِيُّ الْأَحْرُفِ : تۆت ھەرپلىك سۆز، تۆت ھەرپتىن تۈزۈلگەن سۆز.

رُبَاعِيُّ الْأَضْلَاعِ: تۆت تەرەپلىك.

رُبَاعِيُّ الْأَقْدَامِ: تۆت پۇتلۇق، تۆت ئاياغلىق.

اَلْهَرَمُ الرُّبَاعِيُّ : سىلىندىر.

اَلدَّوْرُالرُّبَاعِيُّ: 4-دەرىجىلىك، 4- نۆۋەتلىك.

رُبَاعِيَّةٌ ج رُبَاعِيَّاتٌ: قوزۇق چىش، ئۇتتۇر چىش؛ رۇبائىي (تۆت مىسرالىق شېئىر).

«تُرْجِمَتْ رُبَاعِيَّاتُ عُمَرِ الْخَيَّامِ إِلَى أَكْثَرَ مِنْ لُغَةٍ» : ئۆمەر ھەييامنىڭ رۇبائىيلىرى نۇرغۇن تىللارغا تەرجىمە قىلىندى.

رَبَاغَةٌ: مول، مولچىلىق، مەمۇرچىلىق.

رَبَالَةٌ: سېمىزلىك.

رَبٌّ يَرُبُّ رَبًّا الْأَبُ وَلَدَهُ: دادا بالىسىنى تەربىيىلىدى، باقتى، پەرۋىش قىلدى.

رَبَّ الْأَمْرَ: ئىشنى تۈزىدى، باشقۇردى.

رَبَّ الْقَوْمَ: قەۋمىنى ئىدارە قىلدى، قەۋمىنى باشقۇردى.

رَبَّ الْبَيْضَ: تۇخۇمنى سىلكىپ ئىلەشتۈردى.

رَبَّ بِالْمَكَانِ: بىر جايدا بېكىنىپ تۇرۇۋالدى، تۇرۇپ قالدى.

رَبٌّ ج أَرْبَابٌ: ھۆكۈمران، ئىگە، خوجايىن، پەرۋىش قىلغۇچى.

رَبُّ الْمَالِ: پۇلدار، مالدار، مال ئىگىسى.

رَبُّ النِّعْمَةِ: نېمەت ئىگىسى، ياخشىلىق قىلغۇچى.

رَبُّ الْعَائِلَةِ: ئائىلە باشلىقى، ئاياللىق ئادەم.

رَبُّ الْعَمَلِ: ئىش ئىگىسى، ئىش بېشى، خوجايىن، مەبلەغ ئىگىسى، كاپىتالىست، مۈلۈك ئىگىسى، كارخانا خوجايىنى.

«أَمَّا أَحَدُكُمَا فَيَسْقِي رَبَّهُ خَمْرًا» «قرآن»: سىلەرنىڭ بىرىڭلار (زىنداندىن چىقىپ) خوجايىنىغا هاراق قۇيۇپ بېرىدۇ (يەنى ساقىيلىق ۋەزىپىسىنى ئۆتەيدۇ).

أَرْبَابُ الْبُنُوكِ: بانكىرلار، بانكا ئىگىلىرى.

أَرْبَابُ الْمَصَانِعِ: زاۋۇت باشلىقلىرى، زاۋۇت ئىگىلىرى.

أَرْبَابُ الْأَمْلَاكِ: يەر ئىگىلىرى، خوجايىن.

مِنْ أَرْبَابِ السَّوَابِقِ: هۆكۈم چىقىرىلىپ بولغان، بىر تەرەپ قىلىنىپ بولغان.

مِنْ أَرْبَابِ الْمَعَاشَاتِ: پېنسىيىگە چىققانلار.

أَرْبَابُ الصَّنَائِعِ: قول هۈنەرۋەنلەر، قول سانائەتچىلەر.

أَرْبَابُ الدَّوْلَةِ: دۆلەت ئەربابلىرى، دۆلەت رەهبەرلىرى.

أَرْبَابُ الْأَقْلَامِ: يازغۇچىلار، قەلەمكەشلەر.

أَرْبَابُ الْحَرْبِ: مىلىتارىستلار.

أَرْبَابُ الْحَيْثِيَّاتِ: مۇهىم شەخس، چوڭ ئەرباب، نوپۇزلۇق ئەرباب، مۆتىۋەرلەر.

مِنْ أَرْبَابِ الدُّيُونِ: قەرز ئىگىسى، قەرز بەرگۈچى.

رَبُّ الْأَرْبَابِ: ئاللاھ تائالا.

اَلرَّبُّ: پەرۋەردىگار، ئاللاھ، خۇدا.

رَبَّاهْ: پەرۋەردىگارىم (ئاللاھقا تۆۋەنچىلىك بىلەن ئىلتىجا قىلغاننى بىلدۈرىدۇ).

يَارَبِّي: پەرۋەردىگارا، پەرۋەردىگارىم، ياپەرۋەردىگار، يائاللاھ، ياپەرۋەردىگار.

رُبٌّ ج رُبُوبٌ وَ رِبَابٌ: مۇراببا.

رُبُّ سُوسٍ: چۈچۈك بۇيا مەلهىمى.

رُبُّ وَرَقٍ: قەغەز بوتقىسى.

رُبَّ: ئېهتىمال، مۇمكىن.

«رُبَّ ضَارَّةٍ نَافِعَةٌ»: زىيانلىق نەرسە پايدىلىق نەرسىگە ئايلىنىش مۇمكىن.

«رُبَّ أَخٍ لَمْ تَلِدْهُ أُمُّكَ» «مثل»: سەن بىلەن بىر قورساقتا ياتمىغان قېرىنداش ئاز تېپىلىدۇ.

رُبَّمَا: ئېهتىمال، مۇمكىن.

«فَرُبَّمَا تَكُونُ فِي الْمُسْتَقْبِلِ طَبِيبًا بَارِعًا»: سەن كەلگۈسىدە ماهىر دوختۇر بولۇشۇڭ مۇمكىن.

رُبَّاحٌ ج رَبَابِيحُ: ئىتباش مايمۇن.

رُبَّانٌ ج رَبَابِنَةٌ: پاراخوت باشلىقى، ماتروسلار باشلىقى.

رُبَّانُ كُلِّ شَيْءٍ: ھەممىسى، تولىسى.

رُبَّانُ السَّفِينَةِ: پاراخوت باشلىقى، ماتروسلار باشلىقى.

«قِيَادَةُ السَّفِينَةِ فِي مِيَاهِ الْمُحِيطِ تَحْتَاجُ إِلَى رُبَّانٍ مَاهِرٍ»: دېڭىزدا پاراخوت ھەيدەش ماهىر كېمە يېتەكچىسىگە موهتاج.

رُبَّانِي ج رَبَابِنَةٌ. رَبَابِيْنُ: كېمە باشلىقى.

رَبَّانِيٌّ ج رَبَّانِيُّونَ: ئاللاھقا مەنسۇپ، رەببانىي، خۇدا گۇي.

«وَلَكِنْ كَانُوا رَبَّانِيِّينَ بِمَا كُنْتُم تُعَلِّمُونَ الْكِتَابَ» «قرآن»: لېكىن (ئۇ): «كىتابنى ئۆگەتكەنلىكىڭلار ئۈچۈن رەببانىي بولۇڭلار» دەيدۇ.

رَبَّانِيَّةٌ: خۇدا گۇيلۇق.

فِيهِ رَبَّانِيَّةٌ: ئۇ خۇدا گۇيدۇر.

رَبَّبَ يُرَبِّبُ تَرْبِيبًا الْوَلَدَ: بالىنى تەربىيىلىدى، باقتى، پەرۋىش قىلدى.

رَبَّبَ التَّمْرَ: خورما مۇراببىاسى ياسىدى.

رَبَّتَ يُرَبِّتُ تَرْبِيتًا الْوَلَدَ: بالىنى تەربىيىلىدى، پەرۋىش قىلدى، باقتى.

رَبَّتَتِ الْمَرْأَةُ وَلَدَهَا: ئايال بالىسىنى ئەللەيلىدى، پەپىلىدى.

«رَبَّتَ عَلَى كَتِفِهِ»: مۈرىسىگە ئاستا ئۇرۇپ قويدى.

رَبَّةٌ ج رَبَّاتٌ: خانىم، ئايال، خوجايىن، خېنىم ئاغچا.

رَبَّةُ الْمَنْزِلِ: خوجىدار.

رَبَّةُ الْبَيْتِ: ئۆي ئىگىسى؛ سىرتتا ئىشلىمەيدىغان ئايال، ئايال ساهىبخان.

رَبَّةُ الْحُسْنِ: چىرايلىق ئايال، ساهىبجامال، نازى-

نىن.

رَبَّاتُ الْحِجَالِ : ئاياللار.

رُبَّتَ: ئېھتىمال، مۇمكىن.

رُبَّتَمَا: ئېھتىمال، مۇمكىن.

رَبَّحَهُ يُرَبِّحُ تَرْبِيحًا: ئۇنى پايدىغا ئېرىشتۈردى.

رَبَّضَ يُرَبِّضُ تَرْبِيضًا فُلَانًا بِالْمَكَانِ : مۇقىم-لاشتۇردى، تۇراقلاشتۇردى.

رَبَّضَ الدَّابَّةَ: ھايۋاننى تىزلاندۇردى، چۆكتۈردى.

رَبَّطَ يُرَبِّطُ تَرْبِيطًا الشَّخْصَ الْحُزْمَةَ: تېڭىقنى تاڭدى.

رَبَّعَ يُرَبِّعُ تَرْبِيعًا الشَّيْءَ: تۆتكە بۆلدى.

رَبَّعَ الشَّكْلَ: ئۇنى تۆت چاسا قىلدى.

رَبَّعَ الْبَيْتَ : تۆت چاسا ياسىدى، كۇۋادىرات شەكلىدە ياسىدى.

رَبَّعَ الْعَدَدَ (فِي الرِّيَاضَةِ) : تۆت ھەسسە قىلدى.

رَبَّقَ يُرَبِّقُ تَرْبِيقًا: ئارغامچا بىلەن بويىنىنى باغلىدى.

رَبَّى يُرَبِّي تَرْبِيَةً الْأَبُ الْوَلَدَ: دادا بالىنى تەربىيىلىدى، باقتى.

«وَقُلْ رَبِّ ارْحَمْهُمَا كَمَا رَبَّيَانِي صَغِيرًا» (قرآن) :

ۋە: «ئى پەرۋەردىگارىم ! ئۇلار مېنى كىچىكلىكىمدە تەربىيىلىگەندەك ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن » دېگىن.

رَبَّى الشَّخْصُ الْمَالَ: مالنى ئۆستۈردى، كۆپەيتتى.

رَبَّى يُرَبِّي تَرْبِيَةً: كىچىك بالىنى ئەقلىي جىسمانىي جەھەتتىن تەربىيىلەپ ئۆستۈردى.

رَبَّى الْمَاشِيَةَ: چارۋىنى باقتى.

رَبَّى الثَّمْرَ بِالسُّكَّرِ: مۇراببا سالدى.

رِبِّيٌّ ج رِبِّيُّونَ: ئاللاھنىڭ ئىبادىتىگە بېرىلگەن خۇداگۇي.

«وَكَأَيِّنْ مِنْ نَبِيٍّ قَاتَلَ مَعَهُ رِبِّيُّونَ كَثِيرٌ» (قرآن) :

نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر بىلەن كۆپلىگەن خۇداگۇي ئۆلىمالار بىرلىكتە جەڭ قىلدى.

رَبِيلٌ ج رَبَابِيلُ: يولۋاس؛ ئالاقانات، لۈكچەك.

رَبِتَ يَرْبَتُ رَبَتًا: سۆزلەشكە قادىر بولالمىدى.

رَبِحَ يَرْبَحُ رِبْحًا تِجَارَتُهُ: تىجارىتىدە پايدا ئالدى.

«أُولَئِكَ الَّذِينَ اشْتَرَوُا الضَّلَالَةَ بِالْهُدَى فَمَا رَبِحَتْ تِجَارَتُهُمْ» (قرآن) : ئەنە شۇلار ھىدا-يەتنى بېرىپ گۇمراھلىقنى ئالدى، شۇڭا سودىسى پايدا كەلتۈرمىدى.

رَبَحٌ : ئىتباش مايمۇن.

رِبْحٌ ج أَرْبَاحٌ: پايدا، مەنپەئەت، نەپ، ھايات.

رِبْحٌ إِجْمَالِيٌّ: ئومۇمىي پايدا.

رِبْحٌ صَافٍ: ساپ پايدا.

رِبْحُ الْمَالِ: مالنىڭ پايدىسى، ئۆسۈمى، پىرسەن-تى.

رِبْحٌ بَسِيطٌ: مەبلەغنىڭ پايدىسى.

رِبْحٌ مُرَكَّبٌ: مەبلەغنىڭ پايدىسى ۋە شۇ پايدىدىن كىرگەن پايدا.

اَلْأَرْبَاحُ الْفَاحِشَةُ: يۇقىرى ئۆسۈم، چوڭ پايدا.

اَلْأَرْبَاحُ الشَّرْعِيَّةُ: قانۇنلۇق پايدا.

اَلْأَرْبَاحُ الْمُتَوَسِّطَةُ: ئوتتۇرىچە پايدا.

اَلْأَرْبَاحُ الْأُسْطُورِيَّةُ: كىشىنىڭ ئىشەنگۈسى كەلمىگۈدەك يۇقىرى پايدا.

حِسَابُ الْأَرْبَاحِ وَالْخَسَائِرِ : پايدا - زىيان ھېسابا-تى.

رَبَدَ يَرْبُدُ رُبُودًا: توختاپ قالدى، تۇرۇپ قالدى.

رَبِدَ يَرْبَدُ رُبْدَةً: كۈلرەڭ بولدى، قارا ئۈستىگە قىزىل ۋە ئاق چېكىتلەر ئارىلاشتى.

رُبْدَةٌ ج رُبَدٌ: كۈلرەڭ، خۇنۇك، توپارەڭ.

رَبْدَاءُ: ئالچىپار، بوزرەڭ.

شَاةٌ رَبْدَاءُ: قارا، قىزىل ۋە ئاق رەڭ ئارىلاشقان ئالا قوي.

رَبَذَ يَرْبُذُ رَبَذًا: يېنىك ئىشلىدى، ئەپچىل ئىشلىدى.

رَبِذَ الرَّجُلُ فِي الْمَشْيِ : يېنىك ماڭدى.

رَبَسَ يَرْبُسُ رِبْسًا: ئۇردى، ئەستەك سالدى، شاپ-لاقلىدى.

رَبْسٌ: يامان ئىش، ئەسكى ئىش؛ كۆپ، نۇرغۇن،

بىر تالاي.

**رَبَسَاءُ ج رُبْسٌ** : قاتتىق مۇسىبەت.

**رَبِشَ يَرْبِشُ رَبَشًا الْأَرْضُ**: زېمىن يېشىللىقلا چۈمۈلدى، يېشىللىقتا پۈركەلدى.

**اَلرَّبْشَاءُ**: يېشىللىقلا چۈمۈلگەن زېمىن.

**رَبَصَ يَرْبُصُ رَبْصًا**: كۈتتى، ساقلىدى، مۈنتەزىر بولدى، پايلاپ تۇردى.

**رَبَضَ يَرْبِضُ رَبْضًا و رُبُوضًا الْحَيَوَانُ**: ھايۋان تىزلاندى، چۆكتى، يۈكۈندى.

**«رَبَضَ الْأَسَدُ عَلَى فَرِيسَتِهِ»** : يولۋاس ئوۋ ئۈستىگە تاشلاندى.

**رَبَضَ الشَّخْصُ بِالْمَكَانِ أَوْ فِي الْمَكَانِ**: تۇرۇپ قالدى، يەرلىشىپ قالدى.

**رَبَضٌ ج أَرْبَاضٌ**: قوي قوتىنى، ئېغىل ئەتراپى.

**رَبَضُ الْمَدِينَةِ**: شەھەر ئەتراپى، شەھەر سىرتى.

**أَرْبَاضُ الْقَرْيَةِ**: كەنت ئەتراپى.

**رُبْضَةٌ**: ئېغىل، قوتان.

**رَبَطَ يَرْبُطُ و يَرْبِطُ رَبْطًا الدَّابَّةَ**: ئۇلاغنى باغلىدى، ئۇلىدى.

**«وَلِيَرْبِطَ عَلَى قُلُوبِكُمْ وَيُثَبِّتَ بِهِ الْأَقْدَامَ» ‹قرآن›** : (ئاللاھنىڭ ياردىمىگە ئىشەنچ قىلىپ) كۆڭلۈڭلارنىڭ توق تۇرۇشى ئۈچۈن ، قەدەمىڭلارنىڭ (قۇمغا پېتىپ كەتمەي) مەزمۇت تۇرۇشى ئۈچۈن.

**رَبَطَ الضَّرِيبَةَ عَلَى الْمُمَوِّلِ**: باجنىڭ مىقدارىنى بېكىتتى.

**رَبَطَ النَّظَرِيَّةَ بِالْعَمَلِ**: نەزەرىيىنى ئەمەلىيەتكە باغلىدى.

**رَبَطَ عَلَى**: باغلىدى، يۆگىدى، ئورىدى.

**رَبَطَ الْجُرْحَ**: يارىنى تاڭدى.

**رَبَطَ اللِّسَانَ**: كېكەچلىدى.

**«رَبَطَ اللّٰهُ عَلَى قَلْبِهِ»** : ئاللاھ ئۇنى سەۋرلىك قىلدى، ئاللاھ ئۇنىڭ دىلىغا خاتىرجەملىك بېغىشلىدى.

**رَبَطَ نَفْسَهُ عَنِ الْفُجُورِ**: ئۆزىنى گۇناھدىن مەنئى قىلدى، ئۆزىنى گۇناھدىن توستى، ئۆزىنى گۇناھدىن چەكلىدى.

**رَبَطَ الشَّخْصَ عَلَى الْأَمْرِ**: ئىشنى داۋاملاشتۇردى.

**«مِنَ اللَّازِمِ أَنْ يُرْبَطَ الْحَبْلُ بِشِدَّةٍ»** : ئارغامچا چىڭ چىگىلىشى كېرەك.

**اِرْبِطْ لِسَانَكَ**: تىلىڭنى تارت، جىم تۇر.

**رَبْطٌ**: باغلىماق، تاڭماق، چىگمەك، ئۇلىماق.

**رَبْطُ الْأُجْرَةِ**: مۇقىم ئىش ھەققى.

**رَبْطُ الْأَمْوَالِ**: باج ئالماق.

**رَبَطٌ ج رَبَطَاتٌ**: رايون، ئوچاستكا، كوچا؛ رەستە، جاي، بۆلەك.

**رَبْطَةٌ ج رَبَطَاتٌ و رُبَطٌ**: باغلام، تېڭىق، دەستە، چىگىك، بوغقۇچ.

**رَبْطَةُ السَّاقِ**: پايپاق بوغقۇچ.

**رَبْطَةُ الْعُنُقِ** : گالستۇك.

**رَبَعَ يَرْبُعُ و يَرْبِعُ رَبْعًا شَخْصًا** : مېلىنىڭ تۆتتىن بىرىنى ئالدى.

**رَبَعَ الثَّلَاثَةَ**: تۆتىنچىسى بولدى.

**رَبَعَ الشَّخْصُ الْحَجَرَ**: كۈچىنى سىناش ئۈچۈن تاشنى كۆتۈردى.

**رَبَعَ يَرْبَعُ رُبُوعًا الرَّبِيعُ**: باھار كەلدى.

**رَبَعَ الشَّخْصُ بِالْمَكَانِ**: مەلۇم جايدا تۇردى، يەرلەشتى، تۇرۇپ قالدى.

**رَبَعَ الْمَكَانُ**: جاي مول بولدى، مولچىلىق بولدى، باياشات بولدى.

**رَبَعَتِ الْإِبِلُ**: تۆگە يايلاقتا ئەركىن ئوتلىدى.

**رَبَعَتِ الدَّابَّةُ**: ئۇلاغ چاپتى.

**رَبَعَتْ عَلَيْهِ الْحُمَّى**: قىزىتمىسى تۆت كۈندە بىر قوزغالدى.

**اِرْبَعْ عَلَى نَفْسِكَ**: ئىنتىزارلىق بىلەن كۈتۈپ تۇر.

**رَبَعَ. رَبْعَةُ الْقَامَةِ**: ئوتتۇرا بوي.

**رِبْعٌ ج أَرْبَاعٌ وَ رُبُوعٌ وَرِبَاعٌ وأَرْبُعٌ**: كىشىلەر توپى، جامائە، بىر توپ كىشى.

**حُمَّى الرِّبْعِ**: قايتىلما كېزىك.

**رَبْعٌ ج رُبُوعٌ وَرِبَاعٌ**: ئەتىيازدا تۇرۇشقا خاس جاي، يازلىق ساراي؛ چوڭ ساراي، چوڭ قورۇ ۋە

ئۇنىڭ تەۋەلىكى ھەم ئەتراپى، ئائىلە ـ تاۋابىـئات، قەۋم ـ قېرىنداشلار؛ مەھەللە؛ ئوتتۇرا بوي.

**«أَقَمْنَا سُورًا حَوْلَ رَبْعِنَا»**: بىز ئۆيىمىزنىڭ ئەتراپىغا تام ئەتتۇق.

**رُبْعٌ ج أَرْبَاعٌ**: تۆتتىن بىر.

**«وَلَهُنَّ الرُّبُعُ مِمَّا تَرَكْتُمْ إِنْ لَمْ يَكُنْ لَكُمْ وَلَدٌ»** ‹قرآن›: ئەگەر سىلەرنىڭ بالىلىرىڭلار بولمىسا، بۇ چاغدا ئاياللىرىڭلارغا سىلەر قالدۇرغان مىراستىن تۆتتىن بىرى تېگىدۇ.

**رُبْعٌ**: پەسىل.

**رُبْعٌ سَنَوِيٌّ**: پەسىللىك.

**رُبْعُ الدَّائِرَةِ**: چارەك.

**«إِنَّ الْوُصُولَ إِلَى بَيْتِهِ لاَ يَسْتَغْرِقُ سِوَى رُبْعِ سَاعَةٍ»**: بۇ يەردىن ئۇنىڭ ئۆيىگە بېرىشقا پەقەت چارەك سائەتلا كېتىدۇ.

**رَبْعَةٌ ج رَبَعَاتٌ**: ئوتتۇرا بوي.

**رُبْعَةٌ**: تۆتتىن بىر.

**رُبْعِيٌّ**: پەسىللىك.

**رُبْعِيَّةٌ**: پەسىللىك.

**رَبَغَ يَرْبَغُ رَبْغًا الْقَوْمُ فِي النَّعِيمِ**: باياشات تۇرمۇش كەچۈردى، ھۇزۇر ـ ھالاۋەتلىك تۇرمۇش كەچۈردى.

**رَبَغَ يَرْبَغُ رَبَاغَةً الشَّيْءُ**: كۆپەيدى، كۆپ بولدى.

**رَبِغَ يَرْبَغُ رَبَغًا عَيْشُهُ**: تۇرمۇشى پاراۋانلاشتى، كەڭ بولدى.

**رَبِغٌ**: ھاياسىز، يۈزى قېلىن، قىلىقسىز.

**رَبَقَ يَرْبُقُ وَ يَرْبِقُ رَبْقًا الرَّجُلُ دَابَّةً**: ئارغامچا بىلەن ھايۋاننى باغلىدى.

**رِبْقٌ ج أَرْبَاقٌ وَ رِبَاقٌ**: سىرتماق، كەمەن، ئارقان، سالما، قاپقان.

**هُوَ فِي رِبْقِ الْحَيَاةِ**: ئۇ ھېلىمۇ ھايات.

**رِبْقَةٌ ج رِبَاقٌ وَرِبَقٌ**: ئېغىرچىلىق، قىيىن كۈنلەر، خاپىلىق.

**رِبْقَةُ الْإِسْتِعْمَارِ**: جاھانگىرنىڭ سىرتمىقى.

**حَلَّ رِبْقَتَهُ**: ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن مۈشكۈلاتلارنى ئاسانلاشتۇردى.

**رَبِكَ يَرْبَكُ رَبَكًا**: قايمۇقتى، ئالاقزادە بولدى، تەمتىرەپ قالدى، گاڭگىراپ قالدى؛ مالىماتاڭ بولۇپ كەتتى، قالايمىقان بولۇپ كەتتى.

**رَبَكَ يَرْبُكُ رَبْكًا الشَّيْءَ**: نەرسىنى ئارىلاشتۇرۇۋەتتى، نەرسىنى قالايمىقانلاشتۇرۇۋەتتى.

**رَبَكَهُ**: ئۇنى پاتقاققا ئىتتىرىۋەتتى.

**رَبَكٌ**: گاڭگىراش، تەمتىرەش.

**رَبَلَ يَرْبُلُ و يَرْبِلُ رَبْلاً الْقَوْمُ**: كۆپەيدى، نەسلى ئاۋۇدى.

**رَبَلَتِ الْمَرْأَةُ**: ئايال سەمرىپ كېلەڭسىز بولۇپ قالدى.

**رَبِلٌ**: سېمىز، سېمىزلىك.

**رَبْلَةُ السَّاقِ ج رَبَلاَتٌ**: پاچاق مۇسكۇلى.

**رَبْوٌ ج أَرْبَاءٌ**: دەم سىقىلىش كېسىلى، زىققا.

**اَلرَّبْوُ الشُّعْبِيُّ**: كاناي ياللۇغى.

**رُبُوبَةٌ**: خوجايىنلىق.

**رُبُوبِيَّةٌ**: پەرۋەردىگارلىق.

**«لِلَّهِ الرُّبُوبِيَّةُ الْكَامِلَةُ»**: مۇكەممەل پەرۋەردىگارلىق ئاللاھقا خاستۇر.

**رِبْوَةٌ ج رُبًى**: تۆپىلىك، ئېگىزلىك.

**رِبْوَةٌ ج رِبًى**: ئون مىڭ، بىر تۈمەن.

**رَبْوَةٌ**: بىر مىليون، مىليونلىغان؛ ئېگىز جاي، تۆپىلىك، ئېگىزلىك.

**«وَآوَيْنَاهُمَا إِلَى رَبْوَةٍ ذَاتِ قَرَارٍ وَمَعِينٍ»** ‹قرآن›: ئۇلارنى تۈپتۈز، ئېقىن سۇلۇق بىر ئېگىز جايغا ئورۇنلاشتۇردۇق.

**رُبُوضٌ ج رُبُضٌ**: چوڭ دەرەخ، ئاھالىسى كۆپ كەنت.

**رَبُونٌ**: كاپالەت، كاپالەت نەرسە.

**رَبَوِيٌّ**: جازانىغا مەنسۇپ، ئۆسۈمگە تەۋە.

**«حَرَّمَ الْإِسْلاَمُ الْمُعَامَلاَتِ الرَّبَوِيَّةَ»**: ئىسلام دىنى جازانىۋي مۇئامىلىنىڭ ھەممىسىنى ھارام قىلغان.

**رَبِيَ يَرْبَى رَبْوًا و رُبُوًّا و رَبَاءً و رَبِيًّا**

**الصَّغِيرُ:** بالا ئۆسۈپ يېتىلدى.

**رَبِيبٌ ج أَرِبَّاءُ وَ أَرِبَّةٌ:** ئۆگەي ئوغۇل.

**رَبِيبَةٌ ج رَبِيبَاتٌ و رَبَائِبُ:** ئۆگەي قىز.

**«وَرَبَائِبُكُمُ اللَّاتِي فِي حُجُورِكُمْ مِنْ نِسَائِكُمُ اللَّاتِي دَخَلْتُمْ بِهِنَّ» «قرآن» :** سىلەر بىر يەردە بولغان ئاياللىرىڭلارنىڭ ( باشقا ئەردىن بولغان ) ئۆيۈڭلاردا تەربىيىلەنگەن قىزلىرىنى (بۇ شەرت ئەمەس ، ئۆيدە تەربىيىلەنمىگەن بولسىمۇ) ئېلىشى هارام قىلىندى.

**رَبِيئَةٌ ج رَبَائِئُ:** مەقسەتكە يېتىشتە تۇسالغۇ بولىدىغان نەرسە؛ ئالدامچىلىق، هىيلىگەر-لىك.

**رَبِيحٌ:** پايدىلىق مال ياكى ئىش.

**رَبِيسٌ:** قەهرىمان، باتۇر؛ بالايىئاپەت، بەختسىز-لىك، پالاكەتچىلىك.

**رَبِيضٌ:** مال پادىسى، قوي پادىسى.

**رَبِيطٌ:** باغلاپ قويۇلغان، باغلانغان: زاهىد، راهىب، دانا، هېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى.

**رَبِيطَةٌ ج رَبَائِطُ:** باغلاپ قويۇلغان ئۇلاغ.

**رَبِيعٌ ج أَرْبِعَةٌ:** باهار پەسلى، ئەتىياز، كۆكلەم.

**«فِي الرَّبِيعِ تَتَفَتَّحُ الْأَزْهَارُ» :** باهاردا گۈل - چېچەكلەر ئېچىلىدۇ.

**«أَنْبَتَ الرَّبِيعُ الزُّهْرَ» :** ئەتىيازدىكى يامغۇر گۈللەرنى ئۆستۈردى.

**رَبِيعُ الْأَوَّلِ:** هىجرىيە 3- ئاي رەبىئۇل ئەۋۋەل ئېيى.

**رَبِيعُ الثَّانِي أَوْرَبِيعُ الْآخِرِ:** هىجرىيە 4- ئاي، رەبىئۇسسانى، رەبىئۇلئاخەر.

**زُهْرَةُ الرَّبِيعِ:** نورۇزگۈل.

**رَبِيعَةٌ:** گۈللۈك، گۈللۈك باغچا.

**رَبِيعِيٌّ:** ئەتىياز، باهار پەسلى، باهار پەسلىنىڭ، باهار پەسلىلىك.

**رَبِيقَةٌ:** سالما بىلەن تۇتۇلغان ياۋايى هايۋان.

**رَبِيكٌ:** قېتىقتا سېرىق ماي، خورما ۋە سۇ قويۇ-لۇپ ئېچىلىدىغان ئېچىملىك.

**اَلرَّبِيكُ مِنَ الرِّجَالِ:** مالىماتاڭ ئادەم.

**رَبِيكَةٌ ج رَبَائِكُ:** لاي سۇ؛ سۈيۈق قايماق؛ مالىمـ-اتاڭ ئىش، مۇجمەل ئىش.

**رَبِيلٌ:** سېمىز ؛ يالغۇز بۆلاگچى.

**رَبِيلَةٌ:** باياشات، مول، سېمىزلىك، هۆلچىلىك.

**رَبِيٌّ. رَبِيئَةٌ ج رَبَايَا:** رازۋېدكىچى قوشۇن.

**رِتَاجٌ ج رُتُجٌ:** دەرۋازا، چوڭ ئىشىك، قوۋۇق، دەرۋازىنىڭ كىچىك ئىشىكى.

**رَتَاجَةٌ ج رَتَائِجُ:** ئۆتكەل، مۇهىم ئېغىز؛ تاش؛ چىغىر يول.

**رَتَبَ يَرْتُبُ رَتْبًا وَ رُتُوبًا وَرَتَابَةً فِي الصَّلَاةِ:** نامازدا تۈز تۇردى؛ نامازدا قىيامدا تۇردى.

**رَتَبَ الشَّيْءَ:** مۇستەهكەم بولدى، مۇقىم بولدى، چىڭ تۇردى.

**رَتَبَ الْأَمْرُ:** ئىش مۇقىملاشتى.

**رَتَبَ الشَّخْصُ بِالْبَلَدِ:** مەلۇم شەهەردە تۇرۇپ قالدى، يەرلىنىپ قالدى.

**رَتَبٌ:** كۆتۈرۈپ چىقماق.

**رَتِبٌ:** ئاددى، تېتىقسىز، مەنىسىز، بىرلا خىل.

**رُتْبَةٌ ج رُتَبٌ:** تۈر، كاتېگورىيە؛ دەرىجە، مەرتىـ-ۋە، ئورۇن، ئۇنۋان.

**«لَكَ فِي نَفْسِي رُتْبَةٌ عَالِيَةٌ» :** سېنىڭ مېنىڭ قەلبىمدىكى ئورنۇڭ يۇقىرى.

**رُتْبَةُ الشَّرَفِ:** ئۇستۇنلۇك دەرىجىسى.

**رُتْبَةُ الْعَشَرَاتِ:** ئونلارخانىسى، ئونلۇق سان.

**رُتْبَةُ الْمِئَاتِ:** يۈزلەر خانىسى، يۈزلۈك سان.

**رُتْبَةُ الْجَامِعِيَّةِ:** ئىلمىي ئۇنۋان.

**رُتْبَةٌ عَسْكَرِيَّةٌ:** هەربىي ئۇنۋان.

**رَتَّ يَرَتُّ رَتَّةً وَرَتَتًا الشَّخْصُ:** كېكەچلىدى، تۇتۇتلىدى.

**رَتَّبَ يُرَتِّبُ تَرْتِيبًا الشَّيْءَ:** ئورۇنلاشتۇردى، مۇقىملاشتۇردى.

**رَتَّبَ الرَّجُلَ:** ئۆز ئورنىغا قويدى، بېكىتتى.

**رَتَّبَهُ:** ئۇنى رەتلىدى، تەرتىپكە سالدى، ئورۇنلاش-تۇردى.

**«رَتَّبَ كُتُبَهُ فِي الْخَزَانَةِ» :** جاۋەندىكى كىتاب-

لىرىنى رەتلىدى.

**رَتَّبَ الْجُنْدَ:** قوشۇننى تەرتىپكە سالدى.

**رَتَّبَ عَلَى الْحُرُوفِ الْهِجَائِيَّةِ:** ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە تىزدى.

**«رُتِّبَ لَهُ مِائَةُ دِينَارٍ فِي الشَّهْرِ» :** ئۇنىڭغا ئايدا يۈز دىنار بېرىش قارار قىلىندى.

**رَتَّلَ يُرَتِّلُ تَرْتِيلاً الْقَارِئُ الْقُرْآنَ:** قۇرئاننى تەجۋىد بىلەن ئوقۇدى.

**«رَتِّلْ عَلَى مَسَامِعِكُمْ» :** قۇرئان كەرىمنى سىلەرگە تىلاۋەت قىلىپ بەردى، قۇرئان كەرىمنى سىلەرگە ئوقۇدى، (رادىئودا قۇرئان كەرىم ئوقۇلۇپ ئاياغلاشقاندا ئېيتىلىدىغان سۆز).

**«وَرَتِّلِ الْقُرْآنَ تَرْتِيلاً» «قرآن» :** قۇرئاننى تەرتىل بىلەن (دانە ـ دانە) ئوقۇغىن.

**رَتَجَ يَرْتُجُ رَتْجًا الْبَابَ:** ئىشىكنى تاقىدى، ئىشىكنى ياپتى.

**رَتَجَ يَرْتُجُ رَتَجَانًا الْوَلَدُ:** بالا ئاستا تەمتىرەپ ماڭدى.

**رَتِجَ يَرْتَجُ رَتَجًا:** تۇساتتىن تۇختاپ قالدى ، سۆزلەش قىيىن كەلدى.

**رَتِجَ الْخَطِيبُ:** سۆزلىگۈچىگە سۆز قىيىن كەلدى.

**رِتْجٌ:** قاتنىغىلى بولمايدىغان يول، ماڭغىلى بولمايدىغان يول؛ ئامانەت قويۇلغان پۇل، زاپاس پۇل، ساقلانغان پۇل.

**رَتَخَ يَرْتَخُ رُتُوخًا الْعَجِينُ:** خېمىر بوش بولۇپ قالدى.

**رَتَخَةٌ:** پاتقاق.

**رَتَعَ يَرْتَعُ رَتْعًا وَ رُتُوعًا:** باياشات ياشىدى، يايرىدى ، ئويناپ ـ كۈلدى، پاراۋان تۇرمۇش كەچۈردى.

**«أَرْسِلْهُ مَعَنَا غَدًا يَرْتَعْ وَ يَلْعَبْ» «قرآن» :** ئەتە ئۇنى بىزگە قوشۇپ قويغىن، يەپ ـ ئىچىپ ئويناپ ـ كۈلۈپ كىرسۇن.

**رَتَعَتِ الْمَاشِيَةُ:** ئۇلاغ ئوتلىدى.

**رَتَقَ يَرْتُقُ و يَرْتِقُ رَتْقًا الشَّيْءَ:** ياماق سالدى، يامىدى، تۈزىدى، رېمونت قىلدى، ئوڭشىدى، تىكتى.

**رَتَقَ فَتَقَهُمْ:** ئۇلارنىڭ ئارىسىنى تۈزدى، ئۇلارنى ئەپلەشتۈردى.

**رَتِقَ الشَّيْءَ:** ئەتتى، توستى.

**رَتْقٌ:** ياماق، يامىماق؛ پۈتۈن، تولۇق، ھىم، تۇتاش.

**«أَوَلَمْ يَرَالَّذِينَ كَفَرُوا أَنَّ السَّمَوَاتِ وَالأَرْضَ كَانَتَا رَتْقًا فَفَتَقْنَاهُمَا» «قرآن» :** كۇففارلار بىلمەمدۇكى، ئاسمانلار بىلەن زېمىن بىر ـ بىرىگە تۇتاش ئىدى، ئۇلارنى ئايرىۋەتتۇق.

**رَتَكَ يَرْتُكُ و يَرْتِكُ رَتْكًا الْبَعِيرُ:** تۆگە تېز ماڭدى.

**رَتِلَ يَرْتَلُ رَتَلاً الشَّيْءُ:** تەرتىپلىك بولدى، تىزىلدى.

**رَتَّلَ يَرْتُلُ رَتْلاً الْكَلاَمَ:** تەرتىپلىك سۆزلىدى.

**رَتْلٌ ج أَرْتَالٌ:** سەپ، قاتار، توپ، تۈركۈم (ئات ۋە ماشىنىلارنىڭ).

**«تَجَمَّعَتْ أَرْتَالُ السَّيَّارَاتِ فِي نُقْطَةِ الْحُدُودِ انْتِظَارًا لِعُبُورِهَا» :** چېگرا پونكىتىدا ئۆتۈشنى كۈتۈپ ماشىنىلار قاتار تىزىلىپ كەتتى.

**رَتِلٌ:** تەرتىپلىك، رەتلىك؛ چىرايلىق سۆز؛ ياخشى نەرسە؛ ئاپئاق رەتلىك چىش.

**رَتَمَ يَرْتِمُ رَتْمًا الشَّيْءَ:** سۇندۇرۇۋەتتى.

**رَتَمَ فِي الْقَوْمِ:** قەۋمىنىڭ ئارىسىدا ئۆسۈپ يېتىلدى.

**رَتَمَةٌ ج رَتَمٌ ورِتَامٌ:** بارماققا چىگىلگەن ئەسلەش يىپى (ئىشنى بارماققا يىپ چىگىپ خاتىرىلەش ).

**رَتَنَ يَرْتُنُ رَتْنًا الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ:** ئارىلاشتۇردى، ئىلەشتۈردى.

**رَتْوَةٌ:** كىچىككىنە ۋاقىت؛ يۇكسەك شەرەپ، بۈيۈكلۈك؛ ھۆكۈمدار؛ ئالدىدىكى مەرتىۋە؛ قاتتىق چىگىك؛ قەدەم.

**رُتُوعٌ:** باياشات ياشىماق، پاراۋان تۇرمۇش كەچۈرمەك.

**رُتُوقٌ:** شان ـ شەرەپ، ئىززەت ـ ھۆرمەت.

**رَتِيبٌ:** ئاددى، تېتىقسىز، مەنىسىز، بىر خىللا.

**عَيْشٌ رَتِيبٌ:** مەنىسىز تۇرمۇش، بىرخىللا

ئۆتىدىغان ئاددى تۇرمۇش.

**حَرَكَةٌ رَتِيبَةٌ:** مۇقىم ھەرىكەت، بىر خىل ھەرىكەت، ئۆزگەرمەس ھەرىكەت، ئادەتلەنگەن ھەرىكەت.

**«لَقَدْ مَلَّ حَيَاتَهُ الرَّتِيبَةَ فَاعْتَزَمَ السَّفَرَ إِلَى الْخَارِجِ»** : بىرلا خىل تۇرمۇشتىن زېرىكىپ سىرتقا چىقىشقا بەل باغلىدى.

**رُتَيْلَاءُ ج رُتَيْلَاوَاتٌ:** بىرخىل زەھەرلىك چوڭ ئۆمۈچۈك.

**رَتِيمَةٌ ج رَتَائِمُ:** بارماققا چىگىلگەن ئەسلەش يىپى.

**رَثَاءٌ:** ماتەم تۇتماق، (مېيىتكە) يىغلىماق.

**رَثَاثٌ:** جۇل - جۇل كىيىم، ئەبجەق ئۆي سايمانلىرى.

**«فِي هَذَا الْخَبَرِ رَثَاثَةٌ وَرَكَاكَةٌ»** : بۇ خەۋەر گۇمانلىق، راستلىقىدا شەك بار.

**رِثَانٌ:** تۇرۇپ - تۇرۇپ ياغىدىغان يامغۇر، يامغۇر تامچىسى.

**رِثَّةٌ:** مىراس.

**رَثَّ يَرِثُّ رَثَاثَةً الشَّيْءُ:** كونىرىدى، ئەسكىرىدى، چىرىدى.

**رَثَّ الْحَبْلُ:** ئارغامچا كونىرىدى.

**رَثٌّ م رِثَّةٌ ج رِثَاثٌ:** كونا كىيىم؛ كونا ئۆي سايمىنى، كونا ئۆي جاھازلىرى.

**كَلَامٌ غَثٌّ وَ رَثٌّ:** تۇترۇقسىز گەپ.

**رَثَدَ يَرْثُدُ رَثْدًا الْمَتَاعَ:** مال توپلىدى، دۆۋىلىدى، تىزدى.

**رَثَدٌ:** كونا ئۆي سايمان، كېرەكسىز نەرسە.

**رَثَعَ يَرْثَعُ رَثَعًا:** ئاچكۆز بولدى، نەپسانىيەتچىلىك قىلدى، تويمىغۇرلۇق قىلدى.

**رَثَمَ يَرْثِمُ رَثْمًا الْأَنْفَ:** بۇرنىنى قانىتىۋەتتى، كومشىرىنى يېرىۋەتتى.

**رَثْمَةٌ ج رِثَامٌ:** سىم - سىم يامغۇر.

**رَثَى يَرْثُو رَثَاءً الصَّدِيقَ الْمَيِّتَ:** مېيىتكە ماتەم تۇتتى، تەزىيە بىلدۈردى، مېيىتكە يىغلاپ ئارتۇقچىلىقىنى سانىدى.

**رَثَاهُ بِمَرْثَاةٍ:** ئۇنىڭغا مەرسىيە يازدى.

**رَثَى لِحَالِهِ:** ئۇنىڭغا ئىچى ئاغرىدى.

**«أَصْبَحَ فِي حَالٍ يُرْثَى لَهَا»** : كىشى ئىچى ئاغرىتىدىغان ھالغا چۈشۈپ قالدى.

**رَثَاهُ بِقَصِيدَةٍ:** تەزىيە قەسىدىسى يازدى، مەرسىيە يازدى.

**رَثَاهُ بِكَلِمَةٍ:** مەرسىيە نۇتقى سۆزلىدى.

**رَثِيَ يَرْثَى رَثِيًا:** زەئىپلىشىپ قالدى، كۈچىدىن قالدى، كۈچى يەتمىدى.

**رَثْيٌ:** ماتەم تۇتماق، (مېيىتكە) يىغلىماق.

**رَثِيئَةٌ:** ئەخمەقلىق، دۆتلۈك، دۆۋەڭلىك.

**رَثْيَةٌ:** رېماتىزم، بوغۇم ياللۇغى، ئۆگە ياللۇغى.

**رَثِيثٌ ج رِثَاثٌ :** جۇلجۇل كىيىم، كونا ئۆي سايمانلىرى، ئەسكى - تۈسكى؛ جېنى تۈمشۇقىغا كېلىپ قالغان يارىدار.

**رَثِيثُ الْهَيْئَةِ:** سالاپەتسىز، كىيىملىرى رەتسىز، ئۈستى - بېشى جۇل - جۇل.

**رَثِيدٌ:** كونا ئۆي سايمان، كېرەكسىز نەرسە.

**رَثِيمٌ:** يەنجىلىپ قان ئاققان بۇرۇن.

**رَثِيَّةٌ:** ئاجىزلىق، كۈچسىزلىك، زەئىپلىك، ئەخمەقلىق، رېماتىزم.

**رَجَا يَرْجُو رَجَاءً:** ئارزۇ قىلدى، ئۈمىد قىلدى، ئۈمىدۋار بولدى.

**«أَرْجُوْ أَنْ تُتَرْجِمَ مِنَ الْفِقْرَةِ الْأُوْلَى حَتَّى الْخَامِسَةِ»** : بىرىنچى ئابزاستىن 5 - ئابزاسقىچە سەن تەرجىمە قىلساڭمىكىن.

**رَجَا لَهُ خَيْرًا:** ئۇنىڭغا ياخشىلىق تىلىدى، ئامەت تىلىدى.

**رَجَا الشَّيْءَ:** قورقتى.

**«وَمَا كُنْتَ تَرْجُو أَنْ يُلْقَى إِلَيْكَ الْكِتَابُ إِلَّا رَحْمَةً مِنْ رَبِّكَ»** «قۇرئان» : سەن (پەيغەمبەر بولۇشتىن ئىلگىرى) قۇرئاننىڭ ساڭا نازىل قىلىنىشىنى ئۈمىد قىلمىغانىدىڭ، پەقەت پەرۋەردىگارىڭ رەھمەت قىلىپ ساڭا ئۇنى نازىل قىلدى.

**يُرْجَى التَّفَضُّلُ بِالْعِلْمِ:** مەلۇم بولغايكى، مەخپىي قالمىغايكى، جانابلىرىغا مەلۇم بولسۇنكى.

رَجًا. رَجَاءٌ ج أَرْجَاءٌ: ئەتراپ، تەرەپ، دائىرە، رايون.

«وَالْمَلَكُ عَلَى أَرْجَائِهَا» «قرآن» : پەرىشتىلەر ئاسماننىڭ ئەتراپىدا تۇرىدۇ.

وَاسِعُ الْأَرْجَاءِ: دائىرىسى كەڭ، كەڭ كۆلەملىك.

فِي أَرْجَاءِ الْبِلَادِ: مەملىكەتنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا.

مَكَانٌ مُتَّسِعُ الْأَرْجَاءِ: ئەتراپى كەڭ كەتكەن جاي.

رَجَاءٌ ج رَجَوَاتٌ: ئۈمىد، ئارزۇ، تىلەك.

قَطَعَ الرَّجَاءَ: ئۈمىد ئۈزدى، نائۈمىد بولدى، ئۈمىدسىزلەندى.

«أَتَيْتُهُ رَجَاءَ أَنْ يُحْسِنَ إِلَيَّ» : ماڭا ياخشىلىق قىلارمىكىن دەپ كېلىۋىدىم.

رَجَاةٌ: ئۈمىد، ئارزۇ، تىلەك.

رَجَاجٌ: ئورۇق ئاجىز ئادەم ياكى ھايۋان.

رَجَاجَةٌ: ئورۇق ئاجىز ئادەم ياكى ھايۋان، پولۋاس ئۆۋىسى.

رَجَاجِيلُ: پىيادە ئەسكەر.

رَجَاحَةٌ: ئەستايىدىل، جىددىي، بېسىق چۈشمەك، ئۈستۈن كەلمەك؛ مۇلايىم.

رَجَاحَةُ الْعَقْلِ: چۈشەنچىسى چوڭقۇر.

«عُرِفَ عُمَرُبْنُ الْخَطَّابِ بِرَجَاحَةِالرَّأْيِ» : ئۆمەر ئىبنى خەتتاب پىكرىنىڭ چوڭقۇرلۇقى بىلەن داڭلىق.

رُجَاحَةٌ: گۈلەڭگۈچ ئارغامچىسى.

رِجَازَةٌ: كاجۋا.

رِجَالِيٌّ : ئەرلەرنىڭ ، ئەرلەرگە خاس ، ئەرەنچە.

«هَذَا الْمَحَلُّ لِبَيْعِ الْمَلَابِسِ الرِّجَالِيَّةِ» : بۇ ئەرلەر كىيىمىنى ساتىدىغان دۇكان.

رِجَامٌ: تاش.

«وَضَعُوا الرِّجَامَ فَوْقَ الْقَبْرِ» : قەبرە ئۈستىگە تاش قويۇشتى.

رَجَبَ يَرْجُبُ رَجْبًا و رُجُوبًا: ئۇيالدى، ھايا قىلدى، خىجىل بولدى، ئىزا تارتتى، ھېيىقتى، ئەيمەندى، قورقتى.

رَجِبَ يَرْجَبُ رَجَبًا: ئۇيالدى، ھايا قىلدى، خىجىل بولدى، ئىزا تارتتى، ئەيمەندى، قورقتى.

رَجَبٌ ج أَرْجَابٌ وَرِجَابٌ وَرُجُوبٌ وَرَجَبَاتٌ: رەجەپ (ھىجرىيىنىڭ 7 ـ ئېيى ) رەجەپ ئاي.

اَلرَّجَبَانِ: رەجەپ ۋە شەئبان ئېيى.

رُجْبَةٌ ج رُجَبٌ: تىرەك، دىڭەك.

رَجَّ يَرُجُّ رَجًّا الشَّخْصَ الشَّيْءَ: مىدىرلاتتى، ھەرىكەتلەندۈردى، تەۋرەتتى، سىلكىدى.

رَجٌّ: تەۋرەتمەك، قاتتىق سىلكىمەك.

رَجَّاجٌ: تىترىگۈچى، تەۋرەتكۈچى، زىل ـ زىلىگە كەلتۈرگۈچى.

رَجَّاجَةٌ: تەۋرىتىش ئۈسكۈنىسى.

رَجَّاسٌ: شاۋقۇن ـ سۈرەن، ۋاراڭ ـ چۇرۇڭ.

رَجَّالَةٌ: پىيادە، ياياق.

رَجَّبَ يُرَجِّبُ تَرْجِيبًا: ئەيمەندۈردى، ئۇلۇغلىدى.

رَجَّةٌ ج رَجَّاتٌ: سىلكىمەك، تەۋرەتمەك.

«اِسْتَيْقَظْنَا عَلَى رَجَّةٍ عَنِيفَةٍ» : قاتتىق تەۋرەشتىن ئويغىنىپ كەتتۇق.

رَجٌّ: تەۋرەتمەك، قاتتىق سىلكىمەك.

«إِذَارُجَّتِ الْأَرْضُ رَجًّا» «قرآن» : ... زېمىن قاتتىق تەۋرىتىلگەن چاغدا ...

رَجَّحَ يُرَجِّحُ تَرْجِيحًا أَحَدَالرَّأْيَيْنِ عَلَى الْآخَرِ: ئىككى پىكىرنىڭ بىرىنى ئىككىنچىسىدىن ئۈستۈن قويدى.

رَجَّحَ الشَّيْءَ: ئۇنى تاللىدى، ئارتۇق كۆردى، ئۈستۈن كۆردى، ئەھمىيەت بەردى، تەكىتلىدى.

رَجَّعَ يُرَجِّعُ تَرْجِيعًا الشَّخْصَ: قايتۇردى، ياندۇردى.

رَجَّعَ الْمُؤْمِنُ عِنْدَالْمُصِيبَةِ: مۇسىبەت كەلگەندە مۇمىن ئادەم «قَالُوا إِنَّا لِلَّهِ وَ إِنَّا إِلَيْهِ رَاجِعُونَ» دېدى.

رَجَّعَ الْمُؤَذِّنُ فِي أَذَانِهِ: مەزىن ئەزان ئېيتقاندا، « كەلىمە شاھادەت» نى ئاۋازىنى بىر قېتىم تۆۋەن، بىر قېتىم يۇقىرى قىلىپ ئېيتتى.

رَجَّعَ فِي صَوْتِهِ: خور ئېيتتى، سازغا تەڭكەش

قىلىپ ناخشا ئېيتتى.

**رَجَّلَ يُرَجِّلُ تَرْجِيلاً الشَّعْرَ:** چېچىنى تارىدى.

**رَجَّمَ يُرَجِّمُ تَرْجِيمًا الْقَبْرَ:** قەبرە ئۈستىگە تاش قويدى.

**رَجَّى يُرَجِّي تَرْجِيَةً الشَّخْصَ:** ئۈمىدلەندۈردى.

**رَجَحَ يَرْجَحُ و يَرْجُحُ و يَرْجِحُ رُجْحَانًا و رُجُوحًا الشَّيْءُ الْمِيزَانَ:** تارازىنى بېسىپ كەتتى، ئېغىر كەلدى، ئېغىر بولدى.

**رَجَحَ الشَّيْءَ بِيَدِهِ:** نەرسىنى قولى بىلەن دەڭسىدى، بودىدى، مۆلچەرلىدى.

**رَجَحَ عَقْلُهُ:** ئەقلى توشتى.

**رَجَحَ رَأْيُهُ:** پىكرى ئۆتكۈر بولدى.

**رَجَحَ الشَّخْصُ فُلاَنًا:** تەمكىنلىكتە بېسىپ چۈشتى.

**«رَجَحَتْ كَفَّةُ الْمِيزَانِ لَنَا»:** بىز ئۈستۈنلۈك قازاندۇق.

**«رَجَحَتْ إِحْدَى كَفَّتَيِ الْمِيزَانِ الْأُخْرَى أَوْ عَلَى الْأُخْرَى»:** تارازىنىڭ بىر پەللىسى ئىككىنچى پەللىسىنى بېسىپ چۈشتى.

**رُجْحَانٌ:** بىر تەرەپكە ئاغماق، بىر تەرەپ بېسىپ كەتمەك، ئارتۇق كەلمەك.

**«يَظْهَرُ رُجْحَانُ رَأْيِكَ عَلَى رَأْيِهِ»:** سېنىڭ پىكرىڭنىڭ ئۇنىڭ پىكرىنى بېسىپ چۈشۈشى ئېنىق بولۇۋاتىدۇ.

**رَجَدَ يَرْجُدُ رَجَادًا:** ئەنجىنى خامانغا توشىدى.

**رَجْرَاجٌ:** لىڭشىغۇچى، تىترىگۈچى، تەۋرىگۈچى، لاغىلدىغۇچى.

**حَوْرٌ رَجْرَاجٌ:** ئاق تېرەك.

**فَتَاةٌ رَجْرَاجَةٌ:** ئىرغاڭلىغۇچى قىز.

**رَجْرَجَ يُرَجْرِجُ رَجْرَجَةً الشَّيْءَ:** مىدىرلاتتى، لىڭشىتتى، تەۋرەتتى، ھەرىكەتلەندۈردى.

**رَجَزَ يَرْجُزُ رَجْزًا الشَّاعِرُ:** شائىر دېكلاماتسىيە قىلدى، شېئىر ئوقىدى.

**رِجْزٌ:** ئىپلاس، كىر، مەينەت، پاسكىنا، نىجىس؛ بۇتقا چوقۇنۇش؛ بالا؛ ئازاب، گۇناھ.

**«لَئِنْ كَشَفْتَ عَنَّا الرِّجْزَ لَنُؤْمِنَنَّ لَكَ» «قۇرئان»:** ئەگەر بىزدىن بالانى كۆتۈرۈۋەتسەڭ، ساڭا چوقۇم ئىمان ئېيتىمىز.

**رَجَزٌ ج أَرْجَازٌ:** شېئىرنىڭ بىر خىل قاپىيىسى، شېئىردىكى رەجەز ۋەزنى.

**رُجْزٌ:** بۇتقا چوقۇنۇش.

**«وَثِيَابَكَ فَطَهِّرْ وَالرُّجْزَ فَاهْجُرْ» «قۇرئان»:** كىيىمىڭنى پاك تۇت، ئازابتىن (يەنى ئازابقا قالدۇرىدىغان ئىشلاردىن) يىراق بول.

**رَجِسَ يَرْجَسُ ورَجُسَ يَرْجُسُ رَجْسًا ورَجَاسَةً الشَّيْءُ:** سەت ئىش بولدى، مەينەت بولۇپ كەتتى، نىجىس بولدى.

**رَجَسَ يَرْجُسُ رَجْسًا وَ رَجَاسَةً الشَّخْصُ:** ئەسكى ئىش قىلدى.

**رَجَسَ السَّمَاءُ:** ھاۋا گۈلدۈرلىدى.

**رِجْسٌ ج أَرْجَاسٌ:** يامان ئەمەل، قەبىھ ئىش، ناچار قىلمىق، رەسۋاچىلىق، بۇزۇقچىلىق.

**«وَيَجْعَلُ الرِّجْسَ عَلَى الَّذِينَ لاَيَعْقِلُونَ» «قۇرئان»:** (ئاللاھنىڭ ئايەتلىرى ئۈستىدە) پىكىر يۈرگۈزمەيدىغانلارنى ئاللاھ ئازابقا گىرىپتار قىلىدۇ.

**«إِنَّمَا الْخَمْرُ وَالْمَيْسِرُ وَالْأَنْصَابُ وَالْأَزْلاَمُ رِجْسٌ مِنْ عَمَلِ الشَّيْطَانِ» «قۇرئان»:** ھاراق ئىچمەك، قىمار ئويناش، بۇتلار (يەنى چوقۇنۇش ئۈچۈن تىكلەنگەن تاشلار) غا چوقۇنۇش، پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى، پاسكىنا قىلمىقلاردۇر.

**رَجِسٌ:** پاسكىنا، مەينەت، ناپاك.

**رَجَعَ يَرْجِعُ رُجُوعًا و رَجْعًا:** قايتتى، قايتىپ باردى، قايتىپ كەلدى، چېكىندى.

**رَجَعَ إِلَى الْأَمْرِ:** قايتىدىن باشلىدى.

**رَجَعَهُ إِلَى بَلَدِهِ:** ئۇنى يۇرتىغا قايتۇردى.

**رَجَعَ عَلَيْهِ:** مۇراجىئەت قىلدى.

**رَجَعَ فِي كَلاَمِهِ:** سۆزىدە تۇرمىدى، ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلدى، كېلىشىمنى بۇزدى، لەۋزىدە تۇرمىدى.

**رَجَعَ عَنْ عَزْمِهِ:** ئىرادىسىدىن ياندى.

**رَجَعَهُ عَنِ الشَّيْءِ:** ئۇنى ۋاز كەچكۈزدى.

**رَجَعَ النَّاظِرُ بَصَرَهُ:** تەكرار قارىدى، قايتا ـ قايتا

قارىدى.

رَجَعَ الْقَهْقَرَى: كەينىچە چېكىنىدى.

رَجَعَ عَلَى فُلَانٍ: تەلەپ قىلدى.

رَجَعَ عَنْ غَيِّهِ: گۇمراھلىقتىن قايتتى، ناتوغرا يولدىن قايتتى.

رَجَعَ عَلَى عَقِبَيْهِ: قۇرۇق قول قايتتى.

رَجَعَ إِلَى نَفْسِهِ: ھوشىنى تاپتى.

رَجَعَ إِلَى الصَّوَابِ: توغرا يولغا قايتتى، توغرا دىنىنى تاپتى.

رَجَعَ إِلَى الْمُعْجَمِ: لۇغەتكە مۇراجىئەت قىلدى.

رَجَعَ اللّٰهُ الْمَيِّتَ: ئاللاھ ئۆلۈكنى تىرىلدۈردى.

رَجَعَ بِخُفَّيْ حُنَيْنٍ «مثل»: پايدىسى زىيىنىنى قاپلىيالمىدى، قۇرۇق قول قايتتى، زىيان تارتتى.

رَجَعَ إِلَيْهِ فِي الْأَمْرِ: ئۇنىڭغا يۈزلەندى، ئۇنىڭغا تاياندى، مۇراجىئەت قىلدى.

رَجَعَتْ بِهِ الذَّاكِرَةُ: ئېسىگە كەلدى، يادىغا كەلدى.

«ثُمَّ يُمِيتُكُمْ ثُمَّ يُحْيِيكُمْ ثُمَّ إِلَيْهِ تُرْجَعُونَ» «قرآن»: ئاندىن ئۆلتۈرىدۇ، ئاندىن تىرىلدۈرىدۇ. ئاندىن سىلەر ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىسىلەر.

«وَأَخَذْنَاهُمْ بِالْعَذَابِ لَعَلَّهُمْ يَرْجِعُونَ» «قرآن»: ئۇلارنى (كۇفرىدىن) قايتسۇن دەپ (تۈرلۈك) ئازابلار بىلەن جازالىدۇق.

«فَارْجِعِ الْبَصَرَ هَلْ تَرَى مِنْ فُطُورٍ» «قرآن»: سەن (ئاسمانلارغا) تەكرار باقىقىنىكى، بىرەر يوچۇقنى كۆرەمسەن.

رَجْعٌ ج رِجَاعٌ: يامغۇر، پايدا، مەنپەئەت، جاۋاب، قايتماق، ياغماق، چېكىنمەك.

«لَيْسَ لِي فِي فُلَانٍ رَجْعٌ»: مەن پالانىدىن ھېچقانداق پايدا كۆزلىمەيمەن.

«هَذَا رَجْعُ رِسَالَتِكَ»: بۇ سېنىڭ خېتىڭنىڭ جاۋابى.

رَجْعُ الصَّوْتِ: ئەكس سادا.

رَجْعُ السَّمَاءِ: يامغۇر.

رَجْعُ الْبَصَرِ: كۆزنى يۇمۇپ - ئاچقۇچە ۋاقىت، ئازغىنە ۋاقىت، بىر دەم.

«وَالسَّمَاءِ ذَاتِ الرَّجْعِ» «قرآن»: يامغۇرلۇق بۇلۇت بىلەن قەسەمكى.

«إِنَّهُ عَلَى رَجْعِهِ لَقَادِرٌ» «قرآن»: شەك - شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ئۇنى ئەسلىگە كەلتۈرۈشكە (يەنى تىرىلدۈرۈشكە) قادىردۇر.

رُجْعَانٌ: خەتنىڭ جاۋابى.

رَجْعَةٌ ج رَجَعَاتٌ: بىر قېتىم قايتىش.

لَا رَجْعَةَ لَهُ: كەلمەسكە كېتىش، چېكىنىش، داجىش.

خَطٌّ رَجْعَةٍ: چېكىنىش سىزىقى، چېكىنىش لىنىيىسى.

رُجْعَةٌ، رُجُوعَةٌ: خەتنىڭ جاۋابى.

رُجْعَى: خەتنىڭ جاۋابى؛ قايتىش.

«إِنَّ إِلَى رَبِّكَ الرُّجْعَى» «قرآن»: (ئى ئىنسان!) بارىدىغان يېرىڭ پەرۋەردىگارىڭنىڭ دەرگاھىدۇر.

رَجْعِيٌّ: ئەكسىيەتچىل، كونسىرۋاتىپ، كونىلىقنى ياقىلغۇچى، كونىلىققا ئېسىلىۋالغۇچى.

قَانُونٌ رَجْعِيٌّ: سۈرۈشتە قىلىش قانۇنى.

فِكْرٌ رَجْعِيٌّ: ئەكسىيەتچىل ئىدىيە.

بِأَثَرٍ رَجْعِيٍّ: بۇ قانۇن چىقىرىلىپ مۇئەييەن ۋاقىتقىچە ئىجرا قىلىنىدۇ.

«صَدَرَ هَذَا الْقَانُونُ بِأَثَرٍ رَجْعِيٍّ»: بۇ قانۇن مۇئەييەن مۇددەتكىچە كۈچكە ئىگە دەپ چىقىرىلىدۇ.

شَخْصٌ رَجْعِيٌّ: قالاق ئادەم.

طَلَاقٌ رَجْعِيٌّ: قويىۋېتكەن ئايال بىلەن، ئىددەت مەزگىلىدە نىكاھ قىلماي، مەھرى بەرمەي يارىشىۋېلىش.

«لَا رَجْعِيَّةَ فِي الْقَرَارِ»: قاراردىن يېنىۋېلىشقا بولمايدۇ.

رَجَفَ يَرْجُفُ رَجْفًا و رُجُوفًا الشَّيْءُ: تەۋرىدى، لىڭشىدى، مىدىرلىدى، داۋالغۇدى.

رَجَفَ الشَّخْصُ: لاغىلدىدى، تىترىدى.

رَجَفَتْ يَدُهُ: كېسەللىك ياكى ياش چوڭلۇقتىن

قولى تىترىدى.

**رَجَفَتِ الْحُمَّى:** قىزىتمىدىن تىترەپ كەتتى.

**«يَوْمَ تَرْجُفُ الْأَرْضُ وَالْجِبَالُ» «قرآن»** : ئۇ كۈندە زېمىن ۋە تاغلار قاتتىق تەۋرەيدۇ.

**رَجَفَ بِكَذَا:** يىتىنە تېرىدى، يالغان - ياۋىداق خەۋەرلەرنى تارقاتتى.

**رَجْفَةٌ ج رَجَفَاتٌ:** تىترىمەك، سىلكىنمەك، يۈرەك سالماق، تەۋرىمەك.

**«فَأَخَذَتْهُمُ الرَّجْفَةُ» «قرآن»** : ئۇلارغا قاتتىق زىلزىلە يۈزلەندى.

**رَجْفَةٌ تَشَنُّجِيَّةٌ:** پىيى تارتىشماق.

**رَجِلَ يَرْجَلُ رَجَلاً الْمُسَافِرُ:** مۇساپىر پىيادە ماڭدى، ياياق ماڭدى، يالاڭ ئاياغ ماڭدى، پۇتى ئاغرىدى، پۇتى چوخچىيىپ كەتتى.

**رَجِلَ الْحَيَوَانُ:** ھايۋاننىڭ بىر پۇتىنىڭ بىر قىسمى ئاق بولدى.

**رَجُلٌ ج رِجَالٌ:** ئەركىشى، ئەركەك.

**رَجُلُ الْإِسْعَافِ:** قۇتقۇزۇش خادىمى.

**رَجُلٌ فِي الرِّجَالِ:** ئوغۇل بالا، مەرد، نوچى يىگىت.

**رَجُلُ الْبُولِيسِ:** ساقچى.

**رَجُلُ السَّاعَةِ:** مۇئەييەن ۋاقىتتا ھەممە ئادەمنىڭ دىققىتىنى قوزغايدىغان ئادەم.

**رَجُلُ الْمَطَافِيءِ:** ئوت ئۆچۈرۈش خادىمى.

**رَجُلُ دَوْلَةٍ:** دۆلەت رەھبىرى.

**رَجُلُ الْعِلْمِ:** ئۆلىما، ئالىم، بىلىملىك.

**رَجُلُ السِّيَاسَةِ:** سىياسىئون.

**رَجُلُ الصَّحَافَةِ:** مۇخبىر، ئاخبارات خادىمى، ژۇرنالىست.

**رَجُلُ الْأَعْمَالِ:** كارخانىچى، سودىگەر.

**رَجُلُ نَكِرَاتٍ:** نامسىز ئادەم، ئاددى ئادەم.

**رَجُلٌ صَرِيحٌ:** ئوچۇق - يورۇق ئادەم.

**«أَنَّهُ رَجُلٌ صَرِيحٌ تَمَامًا لَايَسْتَطِيعُ أَنْ يُخْفِيَ شَيْئًا فِي قَلْبِهِ»** : ئۇ تولىمۇ ئوچۇق - يورۇق ئادەم، كۆڭلىدە گەپ ياتمايدۇ.

**رَجُلٌ جَمُوحٌ:** نەپسى - خاھىشىغا بېرىلىپ كەتكەن ئادەم.

**رَجُلُ سَفَرٍ:** يولۇچى.

**«هَذَاأَرْجَلُالرَّجُلَيْنِ»** : بۇ ئەركەكنىڭ ئەركىكى.

**رَجِلٌ ج رِجَالٌ:** پىيادە، پىيادە يۈرگۈچى، ياياق.

**«وَأَذِّنْفِي النَّاسِبِالْحَجِّ يَأْتُوكَرِجَالاً» «قرآن»** : كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا (ئۇلارنى) ھەجگە چاقىرىپ نىدا قىلغىن، ئۇلار پىيادە كېلىدۇ.

**كِبَارُ رِجَالِ الدَّوْلَةِ** : دۆلەت ئەربابلىرى، دۆلەت رەھبەرلىرى.

**رِجَالٌ ج رِجَالَاتٌ:** ئەرباب.

**«أُقِيمَتْ اِحْتِفَالَاتٌ بِمُنَاسَبَةِ الْعِيْدِ الْوَطَنِيِّ حَضَرَهَا رِجَالَاتُ الْبَلَدِ»** : دۆلەت بايرىمى مۇناسىۋىتى بىلەن دۆلەت ئەربابلىرى قاتناشقان يىغىلىشلار ئۆتكۈزۈلدى.

**رِجْلٌ ج أَرْجُلٌ:** پۇت، قەدەم، پاچاق، ئاياغ.

**قَائِمٌ عَلَى رِجْلٍ:** مۇھىم ئىش ئۈچۈن تۇردى.

**اِنْقَطَعَتِ الرِّجْلُ:** يول بوشاپ قالدى.

**لَايَعْرِفُ يَدَ الشَّيْءِ مِنْ رِجْلِهِ:** ھېچنەرسىنى بىلمەيدىغان گول ئادەم.

**«كَانَ ذَلِكَ عَلَى رِجْلِ فُلَانٍ»** : پالانىنىڭ دەۋرىدە بولغان.

**«يُقَدِّمُ رِجْلاً وَ يُؤَخِّرُ أُخْرَى» «مثل»** : ئىككىلىنىپ تۇرغۇچى، ئارىسالدى بولۇپ تۇرغۇچى.

**«أَكَلُوا مِنْ فَوْقِهِمْ وَمِنْ تَحْتِ أَرْجُلِهِمْ»** : ئۇلارغا بەخت ياغدى.

**رِجْلٌ ج أَرْجَالٌ:** توپ (بېلىق، قۇش، ھەرە قاتارلىقلارنىڭ).

**رِجْلُ الْأَرْنَبِ:** سېرىق ئوت.

**رِجْلُ الْجَرَادِ:** زەرنەپ دەرىخى.

**رِجْلُ الذِّئْبِ:** پىلائون (ئۆسۈملۈك).

**رِجْلُ الْقِطِّ:** بارماقگۈل.

**رِجْلُ الْيَمَامَةِ:** گۈلەمبەر.

**رِجْلُ الْجَبَّارِ:** ئورىئون يۇلتۇز تۈركۈمى.

**رِجْلُ الْجَوْزَاءِ:** ئورىئون يۇلتۇز تۈركۈمى.

**رِجْلُ الْحَمَامِ:** بوياقتا خام ئەشيا قىلغىلى بولىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك.

**رِجْلُ الْغُرَابِ:** ياۋروپادا ئۆسىدىغان بىر خىل كۆپ يىللىقلىق ئۆسۈملۈك.

**«هَاجَمَتْ أَرْجَالُ الْجَرَادِ الزَّرْعَ فَأَهْلَكَتْهُ»:** چېكەتكىلەر توپى زىرائەتكە ھۇجۇم قىلىپ ئۇنى نابۇت قىلدى.

**رَجْلاَنُ ج رَجْلَى و رَجَالَى:** پىيادە ماڭغۇچى.

**رِجْلَةٌ:** سېمىز ئوت.

**رُجْلَةٌ. رُجْلِيَّةٌ:** (ئەر كىشى) ياش قۇرامىغا توشماق، بالاغەتكە يەتمەك، باتۇرلۇق، نەۋقىرانلىق.

**رَجُلَةٌ:** ئىلىم مەرىپەتتە يېتىلگەن ئايال.

**«كَانَتْ عَائِشَةُ رَضِيَ اللهُ عَنْهَا رَجُلَةَ الرَّأْيِ»:** ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئىلىم مەرىپەتتە يېتىلگەن ئايال ئىدى.

**رَجَمَ يَرْجُمُ رَجْمًا الشَّخْصَ بِالْحِجَارَةِ:** چالما-كېسەك قىلدى، تاش بىلەن ئۇرۇپ ئۆلتۈردى.

**«لَئِنْ لَمْ تَنْتَهِ لَأَرْجُمَنَّكَ» «قرآن»:** ئەگەر سەن (دەۋىتىڭنى) توختاتمىساڭ، سېنى چوقۇم تاش-كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرىمەن.

**رَجَمَ بِالْغَيْبِ:** قارىسىغا سۆزلىدى، پەرەز قىلدى.

**رَجَمَ بِالْقَوْلِ:** تىللىدى.

**رَجَمَ الْمُذْنِبَ:** گۇناھكارنى قوغلىۋەتتى.

**رَجَمَ الْقَبْرَ:** قەبرە ئۈستىگە تاش قويدى.

**رَجَمَ بِالظَّنِّ:** گۇمان قىلدى، قارىسىغا سۆزلىدى.

**رَجْمٌ:** چالما-كېسەك قىلماق، تاش ئېتىپ ئۆلتۈرمەك.

**رَجْمٌ ج رُجُمٌ:** مېتورىت.

**رَجْمٌ ج رِجَامٌ:** گۆر، قەبرە؛ ئوچاق؛ قۇدۇق.

**رَجَمٌ:** گۆر، قەبرە؛ ئوچاق؛ قۇدۇق.

**رَجْمٌ ج رُجُومٌ:** ئاشقا ئوخشاش ئاتىدىغان نەرسە.

**«وَجَعَلْنَاهَا رُجُومًا لِلشَّيَاطِينِ» «قرآن»:** ... ۋە ئۇلارنى (پەرىشتىلەرنىڭ سۆزلىرىنى ئوغرىلىقچە ئاڭلاشقا ئۇرۇنغان) شەيتانلارنى ئاتىدىغان نەرسە قىلدۇق.

**«وَيَقُولُونَ خَمْسَةٌ سَادِسُهُمْ كَلْبُهُمْ رَجْمًا بِالْغَيْبِ» «قرآن»:** بەزىلەر: «ئۇلار بەش بولۇپ، ئالتىنچىسى ئۇلارنىڭ ئىتىدۇر» دەيدۇ. بۇ پۈتۈنلەي ئاساسسىز، قارىسىغا (ئېيتىلغان سۆزدۇر).

**رُجْمَةٌ ج رِجَامٌ:** قەبرە تېشى.

**«وَضَعُوا الرِّجَامَ فَوْقَ الْقَبْرِ»:** ئۇلار قەبرە ئۈستىگە تاش قويدى.

**رَجَنَ يَرْجُنُ رُجُونًا بِالْمَكَانِ:** مەلۇم ئورۇندا تۇردى، توختىدى.

**رَجَنَ الْحَيَوَانُ:** ھايۋان كۆندى.

**رَجَنَ يَرْجُنُ رَجْنًا الدَّابَّةَ:** ئۇلاغنى قولدا ئوت بېرىپ باقتى؛ ئۇلاغنى سولاپ قويۇپ ياخشى باقماي ئورۇقلاپ كەتتى.

**رَجِنَهُ:** ئۇنىڭدىن ئۇيالدى، خىجىل بولدى، ھايا قىلدى.

**رَجُنَ يَرْجُنُ رُجُونًا بِالْمَكَانِ:** مەلۇم ئورۇندا تۇردى.

**رَجُنَ الْحَيَوَانُ:** ھايۋان بىر ئورۇنغا كۆندى، ئۆگۈندى.

**رَجَّهُ يَرُجُّهُ رَجًّا:** مىدىرلىدى، ئىرغاڭلىدى، تەۋرەندى.

**رُجُوعُ فَحْمٍ:** داشقال، ئەكس سادا، جاۋاب قايتۇرۇش.

**رُجُولَةٌ:** (ئەركىشى) ياش قۇرامىغا توشماق، بالاغەتكە يەتمەك، باتۇرلۇق، نەۋقىرانلىق.

**رُجُولِيَّةٌ:** ياش قۇرامىغا توشماق، بالاغەتكە يەتمەك، باتۇرلۇق، نەۋقىرانلىق، ئەركەكلىك، يىگىتلىك.

**رَجِيَ يَرْجَى رَجًا:** سۆزدىن قالدى.

**رَجِيعٌ ج رُجُعٌ:** سوۋۇپ قېلىپ قايتا ئىسسىتىلغان تاماق: سەپەردە چارچاپ كەتكەن تۆگە؛ قالدۇرۇلغۇچى، رەت قىلىنغان؛ كۆل؛ تەر؛ دورا ئۆسۈملۈكى؛ كونا كىيىم.

**رَجِيعُ الدَّوَابِّ:** تېزەك، ھايۋانات تېزىكى.

**كَلاَمٌ رَجِيعٌ:** رەت قىلىنغان سۆز.

**زَعَّقَ يُزَعِّقُ تَزْعِيقًا:** ۋارقىرىدى، شاۋقۇن كۆتۈردى.

**زَعَّلَ يُزَعِّلُ تَزْعِيلاً:** خاپا قىلدى، رەنجىتتى، ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

**زَعَفَ يَزْعَفُ زَعْفًا فِي الْحَدِيثِ:** يالغان ئېيتتى، يوقنى قوشۇپ قويدى.

**زَعَفَهُ:** ئۇرۇپ جايىدا ئۆلتۈرۈپ قويدى.

**زَعَفَ الْجَرِيحَ:** يارىدارنى باغلاپ ئۆلتۈردى.

**زَعْفَرَ يُزَعْفِرُ زَعْفَرَةً الثَّوْبَ:** كىيىمنى زەپەر بىلەن بويىدى.

**زَعْفَرَ الطَّعَامَ:** زەپەرنى تاماقتا سالدى.

**«زَعْفَرَتِ الْمَرْأَةُ الأَرُزَّ»:** ئايال گۈرۈچ تاماقىغا زەپەر سالدى.

**زَعْفَرَانٌ:** زەپەر.

**«لَوَّنَتِ الْمَكْرُونَةَ بِالزَّعْفِرَانِ»:** چۆپ ئاشقا زەپەر سېلىنىپ رەڭدار قىلىندى.

**زَعْفَرَانُ الْمُرُوجِ:** ياۋا زەپەر.

**زَعَقَ يَزْعَقُ زَعْقًا وَ زَعِيقًا بِهِ فُلاَنٌ:** ۋارقىرىدى، تۇۋلىدى، چاقىردى، چىللىدى.

**«زَعَقَ الرَّاعِي بِغَنَمِهِ»:** پادىچى پادىسىنى چاقىردى.

**زَعَقَ بِمِلْءِ صَوْتِهِ:** جېنىنىڭ بارىچە ۋارقىرىدى.

**زَعَقَتْهُ الْعَقْرَبُ:** ئۇنى چايان چېقىۋالدى.

**زَعَقَتِ الرِّيحُ التُّرَابَ:** شامال چاڭ-توزان توزۇتتى.

**زَعَقَ عَلَيْهِ أَوْ فِيهِ:** چۆچۈتىۋەتتى.

**زَعَقَ الدَّابَّةَ أَوْ بِهَا:** ئۇلاغنى ۋارقىراپ ھەيدىۋەتتى.

**زَعُقَ يَزْعُقُ زُعُوقَةً وَ زَعَاقَةً الطَّعَامُ أَوِ الْمَاءُ:** تاماق ياكى سۇ يېگىلى ۋە ئىچكىلى بولمىغۇدەك دەرىجىدە ئاچچىق بولۇپ كەتتى.

**زَعْقٌ:** ۋارقىرىماق، تۇۋلىماق.

**زَعْقَةٌ:** ئاۋاز، تۇۋلاش.

**زَعِلَ يَزْعَلُ زَعَلاً:** جانلاندى.

**زَعِلَ مِنَ الْمَرَضِ أَوِ الْجُوعِ:** كېسەل ياكى ئاچلىقتىن بىئارام بولدى.

**زَعِلَ مِنَ الشَّيْءِ:** بىئارام بولدى، ئاچچىقلاندى، نارازى بولدى.

**زَعِلٌ. زَعْلاَنُ:** ئەنسىز، پاراكەندە، نارازى، خاپا، بىئارام.

**زَعَلٌ:** خاپا بولماق، ئاچچىقلانماق.

**زَعْلاَنُ م زَعْلاَنَةٌ ج زَعْلَى:** خاپا، نارازى، ئەنسىز، پاراكەندە، بىئارام.

**«زَعْلاَنُ مِنْ رَدِّهِ الْجَارِحِ»:** ئۇنىڭ قاتتىق رەددىيىسىدىن ئۇ خاپا.

**زَعَمَ يَزْعَمُ زَعْمًا الرَّجُلُ:** قارىسىغا سۆزلىدى، ئۇقماي تۇرۇپ سۆزلىدى، گۇمان قىلدى.

**«زَعَمَ أَنَّ الْجَوَّ سَيَتَحَسَّنُ»:** ھاۋا ياخشىلىنىدۇ دەپ قارىسىغا سۆزلىدى.

**زَعَمَ يَزْعَمُ وَ يَزْعُمُ زَعْمًا زَعَامَةً بِالشَّيْءِ:** كاپالەت بەردى، ھۆددە بەردى، كېپىل بولدى.

**زَعُمَ يَزْعُمُ زَعَامَةً فُلاَنٌ:** پالانى يېتەكچى بولدى، باشلىق بولدى.

**زَعْمٌ:** قارىسىغا سۆزلىمەك، بىلجىرلىماق.

**بِزَعْمِهِ:** ئۇنىڭ سۆزى بويىچە.

**زَعْمِيٌّ:** يالغانچى؛ راستچىل.

**زَعْنَقَ يُزَعْنِقُ زَعْنَقَةً الْعَرُوسَةَ:** يېڭى كېلىننىڭ بېشىنى تاراپ قويدى.

**زَعْنَفَةٌ ج زَعَانِفُ:** ئۈزگۈچى قانات (بېلىق قانىتى)؛ تۆپ يىلتىزى باشقا - باشقا بولغان جامائە، گۇرۇھ؛ ھەر نەرسىنىڭ ناچىرى.

**زَعْنَفَةُ الْحُوتِ:** بېلىق قانىتى.

**زَعَانِفُ الْقَوْمِ:** جېدەلخور، لۈكچەك، سايىاق.

**زَعُومٌ:** تىلى ئاجىز، سۆزنى ئوڭلاپ قىلالمايدىغان، سۆزلەش ئىقتىدارى يوق.

**زَعِيطُ الْحِيطِ:** قالايمىقان، ئالمان - تالمان؛ بىر توپ قاغا - قۇزغۇنلار.

**زَعِيقٌ:** قورققۇچى، ئۈركۈپ كەتكۈچى.

**زَعِيمٌ ج زُعَمَاءُ:** داھى، يولباشچى، رەھبەر، باشلىق، كاتتىباش، سەردار.

**زَعِيمُ عِصَابَةٍ:** باندىتلار كاتتىبېشى.

**أَنَا زَعِيمٌ بِهِ:** مەن مەسئۇل، مەن كېپىل.

**«وَلِمَنْ جَاءَ بِهِ حِمْلُ بَعِيرٍ وَأَنَا بِهِ زَعِيمٌ»**

« قرآن» : «ئۆزنى تېپىپ كەلگەن كىشىگە (مۇكاپاتى ئۈچۈن) بىر تۆگە ئاشلىق بېرىلىدۇ. مەن بۇنىڭغا كېپىل» دېدى.

**زُغَابَةٌ:** تىۋىت، پەي، ماموق، تۈك.

**زُغَابَى:** تىۋىت، پەي، تۈك، ماموق.

**زَغِبَ يَزْغَبُ زَغَبًا الطَّائِرُ:** قۇش پەي چىقاردى.

**زَغَبٌ:** سېرىق تۈكلۈك، ئۇششاق تۈك، ئۇششاق پەي.

**«ظَهَرَ لِلْفَرْخِ زَغَبُهُ» :** ئەتلىمە گۆش قۇشقا سېرىق تۈك چىقتى.

**زَغَبُ الْبَرَاعِمِ:** بىخ.

**زَغِبٌ:** سېرىق تۈك چىققان، سېرىق تۈك ئۆسكەن.

**زُغْبَارٌ:** تۈك، تىۋىت، پەي، ماموق.

**زُغْبُبٌ:** قىسقا، پاكار؛ بېخىل.

**زَغْبَةٌ. زُغْبَةٌ:** قارغۇ چاشقان.

**زَغْبَرَ يُزَغْبِرُ زَغْبَرَةً الثَّوْبُ:** كىيىمگە تىۋىت چىقىپ كەتتى.

**زِغْبِرٌ. زَغْبَرٌ:** تۈك، تىۋىت، پەي، ماموق.

**زَغْبَرٌ:** تىۋىت.

**اَلزِّغْبِرُ فِي الثَّوْبِ:** كىيىم ئۈستىگە ئۆرلەپ چىققان تىۋىت.

**زَغَدَ يَزْغَدُ زَغْدًا:** باستى، ئەزدى.

**زَغْدَةٌ ج زَغْدَاتٌ:** ئالغا سۈرمەك، ئالغا سىلجىتماق، ئىتتەرمەك، ئىلگىرى سۈرمەك.

**زَغَرَيَزْغَرُزَغْرًاإِلَيْهِ:** كۆزنىڭ قۇيرۇقىدا قارىدى.

**زَغْرَدَ يُزَغْرِدُ زَغْرَدَةً – تِ الْمَرْأَةُ:** ئاياللار تەنتەنە قىلدى.

**«زَغْرَدَتِ الْأُمُّ فِي حَفْلِ زِفَافِ اِبْنَتِهَا» :** ئانا قىزىنىڭ توييىدا شادلىق ئاۋازىنى چىقاردى.

**زَغْرُودَةٌ ج زَغَارِيدُ:** شادلىق سادالىرىنىڭ تەكرارلىنىشى.

**زَغَارِيدُ النِّسْوَةِ فِي الْأَعْرَاسِ:** خۇشاللىق تەنتەنىسى (توي مۇراسىملىرىدا ئاياللار چىقىرىدىغان مەخسۇس خۇشاللىق ئاۋازى).

**زَغْزَغَ يُزَغْزِغُ زَغْزَغَةً الصَّبِيَّ:** بالىنى قىچىقلىدى، كۈلدۈردى.

**زُغْزُغٌ ج زَغَازِغُ:** كىچىك، پاكار؛ كىچىك بالا.

**زَغَطَ يَزْغَطُ زَغْطًا الشَّيْءَ:** يۇتتى.

**زَغْطَةٌ ج زَغَطَاتٌ:** ھىق تۇتماق، كېكىرمەك.

**زَغَّطَ يُزَغِّطُ تَزْغِيطًا:** باقتى، خەۋەر ئالدى، تەربىيىلىدى، پەرۋىش قىلدى، بېقىپ چوڭ قىلدى.

**زَغَلَ يَزْغَلُ زَغْلاً الشَّرَابَ:** ئىچىملىكنى تۆكۈۋەتتى.

**زَغَلَ الشَّيْءَ مِنْ فَمِهِ:** ئاغزىدىن چىقىرىۋەتتى.

**زَغَلَ الصَّبِيُّ أُمَّهُ:** بالا ئانىسىنى ئەمدى.

**زُغْلَةٌ ج زُغَلٌ:** بىر يولىلا تۆكۈۋېتىلگەن نەرسە، سۇيۇقلۇق ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان نەرسىلەرنىڭ بىر يولىلا چىقىرىۋېتىلگىنى.

**زَغْلَلَ يُزَغْلِلُ زَغْلَلَةً النَّظَرَ:** كۆزنى قاماشتۇردى، كۆزنى چاقتى.

**زُغْلُولٌ ج زَغَالِيلُ:** بوۋاق، باجىكا؛ مەسىرنىڭ بىر خىل خورما سورتى؛ چاققان؛ چەبدەس.

**زُغْلُولُ الْحَمَامِ:** كەپتەر باچكىسى.

**زِفَافٌ:** توي مۇراسىمى.

**حَفْلُ زِفَافٍ:** توي مۇراسىمى.

**زَفَتَ يَزْفُتُ زَفْتًا الْإِنَاءَ:** قاچىنى تولدۇردى، توشقۇزدى.

**زَفَتَ الرَّجُلَ:** چارچىتىۋەتتى، ھارغۇزۇۋەتتى.

**زَفَّتَهُ:** ئاچچىقىنى كەلتۈردى، تېرىكتۈردى، ئوغىسىنى قايناتتى، چىشىغا تەگدى.

**زِفْتٌ:** قاراماي، ئاسفالت.

**«طَلاَ سَطْحَ دَارِهِ بِالزِّفْتِ وِقَايَةً لَهَا مِنَ الْمَطَرِ» :** يامغۇردىن قوغدىنىش يۈزىسىدىن ھويلىسىغا ئاسفالت ياتقۇزدى.

**زِفْتُ التَّرْمَنْتِينِ:** دېۋىرقاي، سېغىز.

**فُلاَنٌ زِفْتٌ:** ھاياسىز، يۈزى قېلىن، نومۇسىنى بىلمەيدىغان؛ بەختسىز، بىتەلەي.

**زَفَرَ يَزْفِرُ زَفْرًا وَ زَفِيرًا الرَّجُلُ:** نەپەس چىقاردى.

**زَفَرَ مِنَ التَّعَبِ:** هارغىنلىقتىن ئۇزۇن نەپەس ئالدى.

**زَفَرَتِ النَّارُ:** ئوت گۈرۈلىدى.

**زُفَرٌ:** شىر؛ پالۋان، قەھرىمان، باتۇر؛ دېڭىز، دەريا؛ خوجايىن، ئىگە، خوجا؛ مول سوۋغا؛ يوغان تۆگە؛ هامىل.

**زَفْرٌ:** تىرەك (دەرەخ شاخلىرى يۆلەپ تۇرىدىغان تۈۋرۈك.

**زُفَرٌ:** قەھرىمان؛ خوجا، ئەپەندى؛ يولۋاس؛ سۈيى كۆپ ئۆستەڭ؛ سوۋغا، ئىنئام؛ كۈچلۈك هامىل.

**زَفْرَةٌ ج زَفَرَاتٌ:** ھەسرەتلەنمەك، ئاھ ئۇرماق، ئۇھ تارتماق.

**زَفَرَاتُ الضَّجَرِ وَالْقَلَقِ:** مالاللىق ۋە خاتىرجەمسىزلىكتىن ئۇھ تارتماق.

**زَفْزَافٌ:** ئۇزۇلمەي چىقىۋاتقان قاتتىق شامال.

**زَفْزَفَ يُزَفْزِفُ زَفْزَفَةً الشَّخْصُ أَوِ الشَّيْءُ:** كىشى ئاۋاز چىقاردى، تىترىدى.

**زَفْزَفَتِ الرِّيحُ الشَّجَرَ:** شامال دەرەخنى شىلدىرلاتتى.

**زَفْزَفٌ:** قاتتىق چىقىۋاتقان شامال، بوران؛ تۆگە قۇشى؛ يېنىك، يەڭگىل..

**زَفَّ يَزِفُّ زَفًّا الطَّائِرُ:** قۇش قانىتىنى كېرىپ شۇڭغۇدى.

**زَفَّ يَزِفُّ زَفًّا وَ زُفُوفًا وَ زَفِيفًا الشَّخْصُ:** ئالدىرىدى، تېز بولدى.

**«فَأَقْبَلُوا إِلَيْهِ يَزِفُّونَ» «قرآن»** : ئۇلار (يەنى قەۋمى) ئىبراھىمنىڭ يېنىغا ئالدىراپ - سالدىراپ كېلىپ . . .

**زَفَّتِ الرِّيحُ:** سالقىن شامال چىقتى.

**«تَزِفُّ الرِّيحُ بِاسْتِمْرَارٍ فِي هَذَا الْمَكَانِ»** : بۇ جايدا سالقىن شامال چىقىپ تۇرىدۇ.

**زَفَّ الْعَرُوسَ:** يېڭى كېلىنچەكنى توي كۆچۈرگۈچىلەر بىلەن يىگىتنىڭ ئۆيىگە يەتكۈزدى.

**زَفَّ إِلَيْهِ الْخَبَرَ:** خەۋەرنى ئۇنىڭغا بىلدۈردى، خەۋەر ئۇنى خۇشال قىلدى.

**زِفٌّ:** كىچىك پەي.

**زَفَّتْ يُزَفِّتُ تَزْفِيتًا السَّفِينَةَ:** كېمىگە قاراماي سۈركىدى.

**زَفَّتَ الطَّرِيقَ:** يولغا قاراماي ياتقۇزدى، ئاسفالت ياتقۇزدى.

**زَفَّةٌ ج زَفَّاتٌ:** بىر قېتىم، بىر مەررە، رەت؛ سەپ، قاتار؛ قوشۇن.

**أَقَامَ لِزَوْجِهَا الزَّفَّةَ:** خوتۇنىغا توي مۇراسىمى ئۆتكۈزۈپ بەردى.

**جِئْتُهُ زَفَّةً أَوْ زَفَّتَيْنِ:** مەن ئۇنىڭغا بىر قېتىم ياكى ئىككى قېتىم كەلدىم.

**زَفَّةُ الْعَرُوسِ:** توي زىياپىتى، توي مۇراسىمى.

**زَفَنَ يَزْفِنُ زَفْنًا وَ زُفُونًا الشَّخْصُ:** پۇتىنى يەرگە ئۇرۇپ ئۇسسۇل ئوينىدى.

**زَفَنَةٌ:** ئىتتىرىۋەتتى.

**«زَفَنَتِ الْبَنَاتُ فِي الْعُرْسِ»** : قىزلار تويدا ئۇسسۇل ئوينىدى.

**زِفْنٌ:** لەمپە، كەپە، لاپاس.

**زَفُوفٌ:** تۆگە قۇش.

**اَلزَّفُوفُ مِنَ النُّوقِ:** يورغىلاپ ماڭىدىغان تۆگە.

**زَفُونٌ:** ئاقساق چىشى تۆگە.

**زَفِيرٌ:** ئاھ ئۇرماق، ئۇھ تارتماق، نەپەسنى چىقارماق.

**زَفِيرُ الْجَرِيحِ:** يارىدارنىڭ ئۇھ تارتىشى.

**«فِي الزَّفِيرِ نُخْرِجُ الْهَوَاءَ الْفَاسِدَ»** : نەپەس چىقىرىشتا بىز سېسىق هاۋانى چىقىرىمىز.

**زَفِيفٌ:** تېز، ئىلدام؛ ئۇچماق.

**زَقَا يَزْقُو زَقْوًا وَ زُقَاءً الصَّبِيُّ:** نارەسىدەنىڭ يىغىسى بارغانچە كۈچەيدى.

**زَقَا الدِّيكُ:** خوراز قىچقاردى، خوراز چىللىدى.

**«يَزْقُو الرَّضِيعُ فِي الْفَجْرِ»** : بوۋاق تاڭ سەھەردە يىغلايدۇ.

**زُقَاءٌ:** خورازنىڭ چىللىشى، خورازنىڭ قىچقىرىشى.

**«زُقَاءُ الدِّيكِ يُزْعِجُهَا»** : خورازنىڭ چىللىشى ئۇنى چۆچۈتىۋېتىدۇ.

**زُقَاقٌ ج أَزِقَّةٌ وَ زُقَّانٌ:** كوچا، تار كوچا.

**«فِي هَذَا الزُّقَاقِ أُسَرٌ كَثِيرَةٌ وَ لَكِنَّ عَدَدَ**

الْأَطْفَالِ قَلِيلٌ» : بۇ كوچىدا ئائىلىلىكلەر كۆپ بولسىمۇ، لېكىن باللار ئاز.

زِقَاقُ الزَّيْتِ: ماي تۇلۇمى.

زَقْزَاقٌ: يېنىك ماڭىدىغان، بىر خىل چۈمۈلە.

زَقْزَاقٌ بَلَدِيٌّ: پلوۋېر.

زَقْزَاقٌ شَامِيٌّ: ئېتىز ياۋا ئۆردىكى.

زَقْزَاقَةٌ: يېنىك ماڭىدىغان، قۇشىنىڭ بىر تۈرى.

زَقْزَقَةٌ: قۇشىنىڭ ئاۋازى.

«زَقْزَقَةُ الْعَصَافِيرِ تُطْرِبُ» : قۇشقاچلارنىڭ سايرىشى كىشىنى خۇشاللاندۇرىدۇ.

زَقْزَقَ يُزَقْزِقُ زَقْزَقَةً الطَّائِرُ فَرْخَهُ: قۇش بالىسىنى تۇمشۇقى بىلەن ئوزۇقلاندۇردى.

زَقْزَقَ الطَّائِرُ: قۇش ۋىچىرلىدى، سايرىدى.

زَقْزَقَ الطِّفْلَ: بالىنى ئويناتتى.

زَقْزَقَ الرَّجُلُ: كۈلۈمسىرىدى، قورۇق پاراڭ سالدى.

زَقْزُوقَةٌ ج زَقَازِيقُ: كىچىك قۇش؛ كىچىك بېلىق.

زُقَّةٌ: ھىق، ھىق تۇتماق، كېكىرىك، كېكىرمەك.

زَقَّ يَزُقُّ زَقًّا الشَّيْءَ: نەرسىنى تارتىۋالدى، ئېلىۋالدى، يۇلىۋالدى.

زَقْفُونَةٌ: ھاپاش قىلماق، يۈدىمەك، ئارتماق.

زَقَّ يَزُقُّ زَقًّا الطَّائِرُ فَرْخَهُ: قۇش بالىسىغا تۇمشۇقى بىلەن يەم بەردى.

«تَزُقُّ الْحَمَامَةُ فِرَاخَهَا» : ئانا كەپتەر باچكىسىغا تۇمشۇقى بىلەن يەم بېرىدۇ.

زَقَّ الطَّائِرُ: قۇش چىچتى، ماياقلىدى.

«زَقَّ الْعُصْفُورُ عَلَى ثَوْبِ الصَّبِيِّ» : قۇشقاچ بالىنىڭ كىيىمىگە چىچىپ قويدى.

زِقٌّ ج أَزْقَاقٌ وَ زِقَاقٌ: تۇلۇم.

زِقُّ اللَّبَنِ: سۈت قاچىلايدىغان تۇلۇم.

أَزْقَاقُ الْمَاءِ: سۇ توشۇيدىغان تۇلۇم.

زَقَّةٌ ج زَقَّاتٌ: ئىتتىرمەك.

زَقَّ يَزِقُّ تَزْقِيقًا: تارتىۋالدى، ئېلىۋالدى.

زَقَّمَ يُزَقِّمُ تَزْقِيمًا: يۇتقۇزدى.

زَقُّومٌ: يېگۈچىنى ئۆلتۈرىدىغان يېمەكلىك.

شَجَرَةُ الزَّقُّومِ: زەققۇم (بىر خىل بەد بۇي ئاچچىق دەرەخ).

«إِنَّ شَجَرَةَ الزَّقُّومِ طَعَامُ الْأَثِيمِ» (قۇرئان) : زەققۇم دەرىخى ھەقىقەتەن گۇناھكارلارنىڭ تامىقىدۇر.

زَقَلَ يَزْقُلُ زَقْلًا: ئېتىۋەتتى، تاشلىۋەتتى، چۆرۈۋەتتى.

زُقْلَةٌ ج زُقَلٌ: ساقچى كالتىكى.

زُقْلِيَّةٌ: ساقچى كالتىكى.

زَقَمَ يَزْقُمُ زَقْمًا الطَّعَامَ: تاماقنى تېز يەپ يۇتتى.

زَقْمَةٌ: ۋابا.

زُقَيْلَةٌ: كىچىك كوچا، تار كوچا.

زَكَا يَزْكُو زُكُوًّا وَ زَكَاءً وَ زَكَاةً الشَّيْءُ: نەرسە ئۆستى، باراقسان بولدى، كۆپەيدى.

زَكَا الزَّرْعُ: زىرائەت ئۆستى.

زَكَا الشَّخْصُ: كىشى ياخشىلاندى.

زَكَا الْمَالُ: مال پاكلاندى.

زَكَا قَلْبُهُ: قەلبى تۈزەلدى، قەلبى پاكلاندى.

زَكَاةٌ: پاك، پاكلىق، ئۆسۈش، ئاۋۇش؛ زاكات (مال - مۈلۈك مۆئەييەن مىقدارغا يەتكەندە مەخسۇس شەرتلەر ئاستىدا كەمبەغەللەرگە بېرىش ئاللاھ تەرىپىدىن بەندىلەرگە پەرز قىلىنغان مەلۇم مىقداردىكى مەبلەغ - زاكات ئىسلام دىنىنىڭ بەش ئەركانىنىڭ بىرىدۇر).

«زَكَاةُ النَّفْسِ بِعِبَادَةِ اللَّهِ» : نەپسىنىڭ پاكلىقى ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش بىلەن ئىشقا ئاشىدۇ.

زَكَاةُ الْمَالِ: مالنىڭ زاكىتى.

زَكَاةُ الْفِطْرِ: مۇسۇلمان ئادەم روزا ھېيتتا موھتاجلارغا بېرىدىغان ۋاجىپ سەدىقە.

زَكَاةُ الْمُمْتَلَكَاتِ: مال - مۈلۈكنىڭ كۆپىيىشى.

زُكَامٌ: زۇكام، تۇمۇر تەگمەك.

زَكَانَةٌ. زَكَانِيَةٌ: توغرا ھۆكۈم قىلىش، توغرا قاراش، پىكرى چوڭقۇر.

إِشْتَهَرَ بِزَكَانَتِهِ: ئۇ پىكرىنىڭ چوڭقۇرلۇقى

بىلەن داغلىق.

**زَكَبَ يَزْكُبُ زَكْبًا الْإِنَاءَ:** قاچىنى بىر قويۇپلا توشقۇزدى.

**زَكَبَ الزِّقَّ:** تۇلۇمنى تولدۇردى.

**زَكَرَ يَزْكُرُ زَكْرًا الْإِنَاءَ:** قاچىنى تولدۇردى.

**«زَكَرَ الْجَرَّةَ بِالْمَاءِ»:** كوزىنى سۇ بىلەن تولدۇردى.

**زُكْرَةٌ ج زُكَرٌ:** كىچىك شاراب تۇلۇمى؛ كاناي، سۇناي.

**زَكَّ يَزِكُّ زَكًّا الشَّيْخُ:** بوۋاي دەلدەڭشىدى، سەنتۈرۈلدى، تايتاڭلاپ ماڭدى.

**زَكَّ عَلَيْهِ:** ئۇنىڭغا ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى.

**زَكَّهُ الْمَاءَ:** ئۇنى سۇغا قاندۇردى.

**زَكَّ الْإِنَاءَ:** قاچىنى تولدۇردى.

**زَكَّ الْوَلَدُ:** بالا يۈگۈردى.

**زَكَّنَ يُزَكِّنُ تَزْكِينًا عَلَيْهِ:** گۇمان قىلدى، گۇمانلاندى، شەك كەلتۈردى.

**زَكَّى يُزَكِّي تَزْكِيَةً الشَّيْءَ:** نەرسىنى ئۆستۈردى ۋە كۆپەيتتى، پاكلىدى، ياخشىلىدى.

**زَكَّى الرَّجُلَ:** كىشىنى ئاقلىدى، گۇناھسىز دەپ ئېلان قىلدى.

**زَكَّى الشَّهَادَةَ:** ئېتىراپ قىلدى، ماقۇل بولدى، ئۇنىدى، كۆندى، رازىلىق بىلدۈردى.

**زَكَّى أَمْوَالَهُ:** مېلىنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلىش بىلەن مېلىنى پاكلىدى.

**زَكَّى نَفْسَهُ:** ئۆزىنى كۆككە كۆتۈردى.

**زَكَّى الْمُرَشَّحَ:** نامزاتنى قوللىدى.

**«زَكَّى مُرَشَّحَ حِزْبِ الْأُمَّةِ»:** مىللەت پارتىيەسىنىڭ نامزاتىنى قوللىدى.

**«فَلاَ تُزَكُّوا أَنْفُسَكُمْ» «قرآن»:** شۇنىڭ ئۈچۈن سىلەر ئۆزۈڭلارنى پاك ھېسابلىماڭلار.

**«خُذْمِنْ أَمْوَالِهِمْ صَدَقَةً تُطَهِّرُهُمْ وَتُزَكِّيهِمْ بِهَا»**

«قرآن»: (ئى مۇھەممەد!) ئۇلارنىڭ ماللىرىنىڭ بىر قىسمىنى سەدىقە ھېسابىدا ئالغىنكى، ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى (گۇناھلىرىدىن) پاكلىغايسەن ۋە ياخشىلىقلىرىنى كۆپەيتكەيسەن.

**زَكَمَ يَزْكُمُ زَكْماً:** زۇكام بولۇپ قالدى.

**زَكَمَتْ بِهِ أُمُّهُ:** ئانىسى تۇغدى.

**زَكَمَ الْقِرْبَةَ:** تۇلۇمغا قاچىلىدى، تولدۇردى.

**زُكِمَ:** تومۇ قېپقالدى، زۇكام بولۇپ قالدى.

**زُكْمَةٌ:** زۇكام.

**زُكْمَةٌ:** كەنجى بالا؛ قوپال، ئېغىر.

**زَكِنَ يَزْكَنُ زَكَنًا وَ زَكَانَةً الشَّخْصُ:** مۆلچەرى توغرا چىقتى.

**زَكِنَ الشَّيْءَ:** نەرسىنى چۈشەندى، چۈشىنىپ بىلدى.

**«زَكِنْتُ أَنَّهُ رَجُلُ سُوءٍ»:** ئۇنىڭ يامان ئادەم ئىكەنلىكىنى ئالدىن بىلگەنىدىم.

**زَكِنٌ ج زَكِنُونَ:** چۈشەنچىسى ئېنىق، ئالدىن كۆرەر، توغرا ھۆكۈم چىقىرالايدىغان.

**«فُلاَنٌ زَكِنٌ إِلَى الْخَيْرِ وَ الشَّرِّ»:** پالانى ياخشى-يامانىنى ئالدىن بىلەر ئادەم.

**زَكِيبَةٌ ج زَكَائِبُ:** تاغار، قاپ، خالتا، چىپتا.

**زَكِيٌّ م زَكِيَّةٌ ج أَزْكِيَاءُ:** پاك، بىگۇناھ، گۇناھسىز، پەزىلەتلىك، تازا، ساپ.

**رَجُلٌ زَكِيٌّ:** پەزلى ئارتۇق ئادەم.

**أَرْضٌ زَكِيَّةٌ:** پاك زېمىن.

**رَائِحَةٌ زَكِيَّةٌ:** خۇش پۇراق ھىد.

**زَلاَبِيَّةٌ ج زَلاَبِيَّاتٌ:** چەلپەك (ياغدا پىشۇرۇپ ئاندىن ھەسەل بىلەن تەييارلانغان تاتلىق يېمەكلىك).

**زِلاَجٌ:** تاقاق، دەم، ئىلغوچ، لوك.

**زُلاَزِلٌ:** يېڭى، پاكىز، ساپ سۇ.

**زَلاَقَةٌ:** سىلىق، پارقىراق، تۈز، تەكشى.

**زُلاَلٌ:** شېرىن، سۈزۈك، ساپ، پاكىز، سىلىق؛ ئاقسىل ماددىسى.

**مَاءٌ زُلاَلٌ:** شېرىن تاتلىق سۇ، ساپ سۇ.

**زُلاَلُ الْبَيْضِ:** تۇخۇمنىڭ ئېقى.

**زُلاَلِيٌّ ج زُلاَلِيَّاتٌ:** ئاقسىل؛ سۈزۈك سۇغا مەنسۇپ.

**سَائِلٌ زُلاَلِيٌّ:** سۈزۈك ۋە تاتلىق سۇيۇقلۇق.

بَوْلٌ زُلاَلِيٌّ: ئاقسىل ئارىلاشقان سۈيدۈك.

زَلَجَ يَزْلِجُ زَلْجًا الْبَابَ: ئىشىكنى تاقاق بىلەن تاقىدى.

زَلَجَ مِنْ فَمِهِ كَلاَمٌ: ئاغزىدىن سۆز قېچىپ كەتتى، ئاغزى گەپكە كەلمەي قالدى.

زَلِجَ يَزْلَجُ زُلُوجًا ـ تِ قَدَمُهُ: پۇتى تېيىلىپ كەتتى.

زَلِجٌ: سىلىق، غىلتاڭ، تېيىلغاق.

«اِحْذَرْ مِنَ الْأَمْكِنَةِ الزَّلِجَةِ»: تېيىلغاق جايلاردىن پەخەس بولغىن.

زَلْجٌ: سىلىق تاش.

زَلَجَى: تېز ماڭىدىغان تۆگە.

زَلَحَ يَزْلَحُ زَلْحًا الشَّيْءَ: تېتىدى.

زَلَحَتْ رَأْسُهُ: تاقىر باش بولۇپ قالدى، پايىنەك باش بولۇپ قالدى.

زَلْحَقَ يُزَلْحِقُ زَلْحَقَةً: يىراقلاشتۇرۇۋەتتى، نېرى قىلىۋەتتى.

زِلْحِفَةٌ: تاشپاقا.

زَلِخَ يَزْلَخُ زَلْخًا: سەمرىدى.

زَلَخَ يَزْلِخُ زَلْخًا وَ زَلَخَانًا الرَّجُلَ: ئالدىدا تېز ماڭدى.

زَلَخَتْ قَدَمُهُ: تېيىلىپ كەتتى.

زَلَخَ يَزْلِخُ زَلْخًا بِالرُّمْحِ: نەيزە سانجىدى.

زَلَخَ رَأْسَهُ: بېشىنى يېرىۋەتتى.

زَلْخَةٌ: كىچىك بالىلار تېيىلىپ ئوينايدىغان جاي.

زِلْزَالٌ ج زَلاَزِلُ: زىلزىلە، تەۋرەش، سىلكىنىش؛ پېشكەللىك، بالايىئاپەت، مۇسىبەت.

«دَامَ الزِّلْزَالُ بَعْضَ ثَوَانٍ فِي مَدِينَةِ الْأَصْنَامِ بِالْجَزَائِرِ»: ئالجىرىيىدىكى ئەسنا شەھىرىدە يەر تەۋرەش بىر قانچە سېكۇنت داۋاملاشتى.

«أُصِيبَتِ الْعَائِلَةُ بِزَلاَزِلَ مُتَعَدِّدَةٍ»: ئائىلىسىنىڭ بېشىغا تولۇلۇك پېشكەللىكلەر كەلدى.

زِلْزَالُ الْأَرْضِ: يەر تەۋرەش.

مِقْيَاسُ الزَّلاَزِلِ. جِهَازُ الزَّلاَزِلِ: سېسموگراف (يەر تەۋرەشنى كۆزىتىپ خاتىرىلىگۈچى ئاپپا-ماتىك ئەسۋاب).

زِلْزَالِيٌّ: تەۋرەشكە مەنسۇپ.

«اِحْذَرِ الْبِنَاءَ فِي الْمِنْطَقَةِ الزِّلْزَالِيَّةِ»: يەر تەۋرەش رايونىدا قۇرۇلۇش قىلىشتىن ساقلان.

زَلْزَلَ يُزَلْزِلُ زَلْزَلَةً الشَّخْصَ: قورقۇتتى.

زَلْزَلَهُ بِصُرَاخِهِ: ئۈنى ۋارقىراپ قورقۇتتى.

زُلْزِلَتِ الْأَرْضُ: يەر تەۋرىدى.

«إِذَا زُلْزِلَتِ الْأَرْضُ زِلْزَالَهَا» (قرآن): زېمىن قاتتىق تەۋرىگەندە.

زَلْزَلَةٌ: زىلزىلە، تەۋرەش، سىلكىنىش.

زَلْزَلَةُ الْأَرْضِ: يەر تەۋرەش.

زِلْزِلِيٌّ قِيشَانِيٌّ: سىرلىق كاھىش.

زَلِعَ يَزْلَعُ زَلَعًا الْجُرْحُ: يارا يېرىلگەندى.

زَلِعَتِ الْقَدَمُ أَوِ الْكَفُّ: پۇت ياكى ئالقان يېرىلدى.

«سَقَطَ الصَّبِيُّ فَزَلِعَتْ قَدَمُهُ»: بالا يىقىلىپ چۈشۈپ پۇتى يېرىلىپ كەتتى.

«يَزْلَعُ الْجُرْحُ مِنَ الْوَسَخِ»: يارا كىردىن يېرىلىدۇ.

شَفَةٌ زَلْعَاءُ: يېرىلغان لەۋ.

زَلْعَةٌ ج زَلَعَاتٌ وَ زِلَعٌ: كوزىنىڭ بىر خىلى.

زَلْعُومٌ ج زَلاَعِيمُ: بوغۇز، گال، كېكىرتەك، يۇتقۇنچاق.

زَلَفَ يَزْلُفُ زَلْفًا إِلَيْهِ: ئۇنىڭغا يېقىنلاشتى، يېقىن كەلدى.

زَلَّفَ الشَّيْءَ: يېقىنلاشتۇردى.

«زَلَّفَ الْمُسْنَدَ إِلَى الضَّيْفِ»: مېھمانغا يۆلەنچۈكنى يېقىن قىلىپ بەردى.

«يَزْلُفُ التِّلْمِيذُ النَّجِيبُ إِلَى مُعَلِّمِهِ»: زېرەك ئوقۇغۇچى مۇئەللىمگە يېقىنلىشىدۇ.

زَلَفٌ: ئوتلاق، يايلاق، باغچا.

زُلْفَةٌ ج زُلَفٌ وَ زُلَفَاتٌ: دەرىجە؛ چوڭ تەخسە؛ سورەت.

زَلَفَةٌ ج زَلَفٌ: تەخسە؛ چىنىنەك.

زُلْفَى: يېقىنچىلىق؛ ئورۇن، مەرتىۋە.

«وَإِنَّ لَهُ عِنْدَنَا لَزُلْفَى وَ حُسْنَ مَآبٍ» (قرآن):

ئۇ بىزنىڭ دەرگاھىمىزدا ئۇلۇغلۇقتا يېقىنلىقتا ۋە ياخشى ئاقىۋەتكە ئىگە بولىدۇ.

**زَلَقَ يَزْلُقُ زَلْقًا وَ زُلُوقًا ـ تِ الْقَدَمُ:** تېيىلىپ كەتتى.

**زَلِقَ يَزْلَقُ زَلَقًا ـ تِ الْقَدَمُ:** تېيىلىپ كەتتى.

**«زَلِقَ الْمَكَانُ مِنْ أَثَرِ الْجَلِيدِ»:** مۇزنىڭ تەسىرىدىن يەر تېيىلغاق بولۇپ كەتتى.

**زَلِقَ مِنْهُ:** ئۇنىڭدىن زېرىكتى، مالال بولدى.

**زَلْقٌ:** تېيىلغاق يەر، سىلىق جاي، پارقىراق يەر.

**«حَذَارِ مِنْ أَنْ تَزِلَّ قَدَمُكَ فَالطَّرِيقُ زَلِقٌ»:** ئاۋايلاپ ماڭ، يول تېيىلغاق.

**زَلْقَةٌ:** تېيىلىپ كەتمەك.

**زَلِقٌ:** تېيىلغاق سىلىق يەر.

**زَلَّ يَزَلُّ وَ يَزِلُّ زَلًّا وَ زُلُولًا عَنِ الْمَكَانِ:** تېيىلىپ كەتتى، تېيىلىپ يىقىلىپ كەتتى.

**زَلَّتِ الْقَدَمُ:** تېيىلىپ كەتتى.

**«زَلَّتْ قَدَمُهُ وَسَقَطَ فِي الْمَاءِ»:** تېيىلىپ كېتىپ سۇغا چۈشۈپ كەتتى.

**«وَلَا تَتَّخِذُوا أَيْمَانَكُمْ دَخَلًا بَيْنَكُمْ فَتَزِلَّ قَدَمٌ بَعْدَ ثُبُوتِهَا» «قۇرئان»:** قەسەملىرىڭلار (ئىسلام دىنىدا) ئىزچىل بولغاندىن كېيىن تېيىلىپ كەتمەسلىك ئۈچۈن، قەسەملىرىڭلارنى ئۆز ئاراڭلاردا ئالدامچىلىقنىڭ ۋاستىسى قىلىۋالماڭلار.

**«يَزِلُّ عَنْ أَمْكِنَةِ الْأَشْرَارِ»:** ئەسكىلەرنىڭ ئورنىدىن يىراق بولىدۇ.

**زَلَّ يَزَلُّ وَيَزِلُّ زَلَلًا الشَّخْصُ:** خاتا قىلدى، خاتالاشتى، توغرىدىن بۇرۇلۇپ كەتتى، سەۋەنلىك ئۆتكۈزدى.

**صِبْيَانٌ زُلٌّ:** ئىككى يوتىسى ۋە ساغرىسى ئورۇق سەبىي باللار.

**زَلَلٌ:** خاتالىق، سەۋەنلىك.

**إِمْرَأَةٌ زَلَّاءُ:** ئىككى يوتىسى ۋە ساغرىسى ئورۇق ئايال.

**زَلَّاقَةٌ ج زَلَّاقَاتٌ:** تېيىلغاق يەر، سىلىق جاي، پارقىراق يەر، چاڭغا.

**زَلَّةٌ ج زَلَّاتٌ:** مۇدۇرۇلۇپ كەتمەك، سەۋەنلىك ئۆتكۈزمەك، خاتالاشماق، ئازماق.

**زَلَّةُ الطِّفْلِ فِي الطِّينِ:** بالىنىڭ لايدا تېيىلىپ كېتىشى.

**زَلَّةُ لِسَانٍ:** ئېغىز خاتالىقى.

**زَلَّةُ قَلَمٍ:** قەلەم خاتالىقى.

**زَلَّخَ يُزَلِّخُ تَزْلِيخًا:** سىلىقلاشتۇردى.

**زُلَّخَةٌ:** بەل ئاغرىقى، مۇسكۇل ئاغرىش.

**زَلَّقَ يُزَلِّقُ تَزْلِيقًا الشَّخْصُ فِي حَدِيثِهِ:** سۆزدە مۇبالىغە قىلدى، لاپ ئۇردى.

**زَلَّقَ يُزَلِّقُ تَزْلِيقًا ـ هُ:** تېيىلدۇردى.

**زَلَّقَ خَصْمَهُ:** دۈشمىنىگە تىكىلىپ قارىدى.

**زَلَّقَ الْمَكَانَ:** جاينى سىلىقلىدى.

**زَلَّقَ فُلَانًا بِبَصَرِهِ:** تىكىلىپ قارىدى.

**زُلُومَةٌ ج زَلَالِمُ:** ئۇزۇن تۇمشۇق، پىلنىڭ بۇرنى.

**زُلُومَةُ الْإِبْرِيقِ:** ئېۋرىقنىڭ جوغىسى.

**زَلِّيجٌ:** سىرلىق كاھىش.

**زُلَّيْقٌ ج زَلَالِيقُ:** توغاچ؛ بېلىقنىڭ بىر خىلى.

**زِلِّيَّةٌ ج زَلَالِيٌّ:** ئەدىيال؛ گىلەم؛ يۇك.

**زَلَمَ يَزْلِمُ زَلْمًا الشَّخْصُ:** خاتالاشتى.

**زَلَمَ الْعَطَاءَ:** ھەدىيەنى كېمەيتىۋەتتى.

**زَلَمَ الْإِنَاءَ:** قاچىنى تولدۇردى، قاچىنى توشقۇزدى.

**زَلَمَ الْأَنْفَ:** بۇرنىنى كەستى.

**زَلَمَ السَّهْمَ:** ئوقنى پۇختا ياسىدى.

**زَلَمٌ ج أَزْلَامٌ:** پال ئوقى (جاھىلىيەت دەۋرىدە ئەرەبلەر پال سېلىشقا ئىشلىتەتتى) پەيسىز ئوقيا ئوقى.

**«وَأَنْ تَسْتَقْسِمُوا بِالْأَزْلَامِ ذَلِكُمْ فِسْقٌ» «قۇرئان»:** ئەزلام (يەنى جاھىلىيەت دەۋرىدە پال ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان ئۈچ پارچە ياغاچ) بىلەن پال سېلىشىڭلار ھارام قىلىندى، بۇ گۇناھتۇر.

**حَبُّ الزَّلَمِ:** ئۈرۈك مېغىزى.

**زُلْمَةٌ. زَلَمَةٌ:** قەددى ـ قامەت، تەقى ـ تۇرقى، بەدەن، بوي، تاشقى قىياپەت.

**زُلْمَةٌ:** ئەركىشى.

**زَلُولٌ:** يېنىكى، پاكىزە سۇ.

**زَلِيجٌ:** سىلىق، غىلتالاڭ، تېيىلغاق.

**مَكَانٌ زَلِيجٌ:** سىلىق جاي، سىلىق يەر.

**زَلِيلٌ:** يېنىكى، پاكىز ۋە ساپ سۇ.

**زَلِيمٌ:** ياخشى ياسالغان ئوق.

**زَمَانَةٌ:** كەسكىنلىك، ئەستايىدىللىق.

**زِمَارٌ:** تۆگە قوشنىڭ ئاۋازى.

**زَمَالَةٌ:** بۇرادەرلىك، ھەمراھلىق، ئۇلپەتلىك.

**شَهَادَةُ الزَّمَالَةِ:** ئۇنىۋېرسىتېت فاكۇلتېتلىرىدا ئەلاچىلارغا بېرىلىدىغان ئىزالىق كىنىشكىسى.

**زَمَالَةٌ دِرَاسِيَّةٌ:** ساۋاقداشلىق.

**زَمَالَةُ الْمِهْنَةِ:** كەسىپداشلىق.

**زِمَامٌ ج أَزِمَّةٌ:** چۇلۋۇر.

**زِمَامُ الْقَرْيَةِ:** بىر پۈتۈن تېرىلغۇ يەرلەر.

**زِمَامُ النَّعْلِ:** ئاياغ بوغقۇچ (يىپ).

**زِمَامُ الْحُكْمِ:** ھاكىمىيەت، ھوقۇق.

**«تَوَلَّى زِمَامَ الْحُكْمِ»:** ھاكىمىيەتنى ئىگىلىدى.

**زِمَامُ الْأَمْرِ:** ھاكىمىيەت، ھوقۇق.

**زِمَامُ الْفَرَسِ:** نوقتا، چۇلۋۇر.

**مَلَكَ زِمَامَ نَفْسِهِ:** ئۆزىنى بېسىۋالدى.

**خَارِجَ الزِّمَامِ:** باج ئېلىنمايدىغان يەر.

**دَاخِلَ الزِّمَامِ:** باج ئېلىنىدىغان يەر.

**أَرْضٌ فِي زِمَامِ الْحُكُومَةِ:** ھۆكۈمەت ئىگىدارچىلىقىدىكى يەر.

**لَا زِمَامَ لَهُ:** ئۇنىڭ مەسئۇلىيىتى يوق.

**هُوَ زِمَامُ الْأَمْرِ:** ئۇ مەسئۇل.

**أَلْقَى فِي يَدِهِ زِمَامَ الْأَمْرِ:** ئۇنىڭ قولىغا چوڭ ھوقۇق ئۆتتى.

**بَعِيدُ مَنَالِ الزِّمَامِ:** يەتكىلى بولمايدىغان، يېقىنلىشىش قىيىن بولغان، قولغا كەلتۈرگىلى بولمايدىغان.

**زِمَامُ الْحِسَابَاتِ:** ھېسابات دەپتىرى.

**زَمَانٌ ج أَزْمِنَةٌ:** ۋاقىت، زامان، دەۋر، مەزگىل.

**مِنْ غَابِرِ الزَّمَانِ:** قەدىمكى زاماندىن تارتىپ، ئەزەلدىنلا، بۇرۇندىن تارتىپ.

**تَصَارِيفُ الزَّمَانِ:** دەۋرنىڭ ئۆزگىرىشلىرى.

**زَارَنِي مِنْ زَمَانٍ:** ئۇ يېقىندا مېنى يوقلىدى.

**مَصَاعِبُ الزَّمَانِ:** زاماننىڭ قىيىنچىلىقلىرى.

**أَهْلُ زَمَانِهِ:** زامانداش كىشىلەر، ھازىرقى زامان ئەھلى.

**حَدَثَ هَذَا مِنْ زَمَانٍ:** بۇ ئىش يۈز بەرگىلى ئۇزۇن زامان بولدى.

**عَلَى مَرِّ الزَّمَانِ:** ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن.

**أَهْلُ الزَّمَانِ الْمُعَاصِرُونَ:** ھازىرقى زامان ئادەملىرى.

**«أَزْمِنَةُ السَّنَةِ هِيَ: اَلْخَرِيفُ وَ الشِّتَاءُ وَ الرَّبِيعُ وَ الصَّيْفُ»:** يىلنىڭ پەسىللىرى كۈز، قىش، ئەتىياز، يازدىن ئىبارەت.

**«كَانَ هَذَا زَمَانَ السُّلْطَانِ فُلَانٍ»:** بۇ پالانى سۇلتاننىڭ زامانى ئىدى.

**زَمَانَةٌ:** سوزۇلما كېسەل، سوزۇلمە كېسەل، كونا كېسەل.

**زَمَانَةُ الرُّومَاتِيزْمِ:** رېماتىزم كېسىلى.

**زَمَانَةُ الْمُقْعَدِ:** پالەچ ئادەمنىڭ ماغدۇرىدىن كېتىشى.

**زَمَانِيٌّ:** زامانغا ئەۋە، ۋاقىتقا مەنسۇپ، ۋاقىتلىق.

**زَمَانِيَّةٌ:** كۆز يۇمۇپ ـ ئاچقۇچە، ھەش ـ پەش دېگۈچە.

**دِرَاسَةٌ لُغَوِيَّةٌ زَمَانِيَّةٌ:** ۋاقىتلىق تىل تەتقىقاتى.

**زَمُتَ يَزْمُتُ زَمَاتَةً الشَّخْصُ:** جىددىي بولدى، سىپايە بولدى، ئەستايىدىل بولدى.

**زَمُتَ الْجَوُّ:** ھاۋا تىنچىق بولدى.

**زَمِجَ يَزْمَجُ زَمَجًا:** ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى.

**زَمِجَ مِنْ تَصَرُّفَاتِهِ:** ئۇنىڭ ئىش ـ ھەرىكەتلىرىدىن غەزەپلەندى.

**زَمْجَرَ يُزَمْجِرُ زَمْجَرَةً الشَّخْصُ:** سۆرەن سالدى،

شاۋقۇن كۆتۈردى.

**زَمْجَرَ الْأَسَدُ:** شىر ھۆركىرىدى.

**«زَمْجَرَ الْأَسَدُ حِينَ رَأَى فَرِيسَتَهُ»:** شىر ئوۋلىغان نەرسىسىنى كۆرگەن چاغدا ھۆركىرىدى.

**زَمَرَ يَزْمُرُ وَ يَزْمِرُ زَمْرًا وَ زَمِيرًا الشَّخْصُ:** نەي چالدى.

**زُمْرَةٌ ج زُمَرٌ:** جامائە، گۇرۇھ.

**«دَمُهُ مِنْ زُمْرَةِ أَ أَوْ ب»:** ئۇنىڭ قېنى A ياكى B قان تىپىگە كىرىدۇ.

**«أَتَتْ زُمْرَةٌ مِنَ الشَّبَابِ»:** ياشلاردىن بىر تۈركۈمى يېتىپ كەلدى.

**زُمْرَةٌ جُرْثُومِيَّةٌ:** مىكروبلار توپى.

**زُمْرَةٌ مِنَ الْجَيْشِ:** بىر توپ ئەسكەر.

**زُمُرُّدٌ:** زۇمرەت.

**زُمُرُّدِيٌّ:** زۇمرەت رەڭگىدە، زۇمرەتكە مەنسۇپ.

**زَمْزَمَ يُزَمْزِمُ زَمْزَمَةً الرَّعْدُ:** گۈلدۈرماما ئارقىمۇ ئارقا گۈلدۈرلىدى.

**زَمْزَمَ الْمُغَنِّي:** غەزەلچى غىڭشىپ ناخشا ئېيتتى.

**أَسْمَعُهُ يُزَمْزِمُ:** ئۇنىڭ دىمىغىدا ناخشا ئېيتىۋاتـقانلىقىنى ئاڭلايمەن.

**زَمْزَمَتِ النَّارُ:** ئوت گۇرۇلدىدى.

**زَمْزَمَ الثَّوْبَ:** رەختنى زەمزەم سۈيى بىلەن يۇيدى.

**زَمْزَمُ:** بەيتۇللانىڭ يېنىدىكى قۇدۇق، زەمزەم قۇدۇقى.

**مَاءُ زَمْزَمَ:** زەمزەم سۈيى.

**زَمْزَمٌ ج زَمَازِمُ:** كۆپ.

**زَمْزَمٌ مِنَ الْمَاءِ:** كۆپ سۇ.

**زَمْزَمَةٌ ج زَمَازِمُ:** گۈلدۈرماما ئاۋازى؛ يولۋاس ئاۋازى؛ ئوتنىڭ گۇرۇلدىگەن ئاۋازى.

**«أَزْعَجَتْ زَمْزَمَةُ الرَّعْدِ الْأَطْفَالَ»:** ھاۋانىڭ گۈلدۈرلىشى كىچىك بالىلارنى چۆچۈتىۋەتتى.

**زِمْزِمَةٌ ج زَمَازِمُ:** گۇرۇپپا، جامائەت، گۇرۇھ، توپ.

**زَمْزَمِيٌّ:** زەمزەم تارتقۇچى.

**زَمْزَمِيَّةٌ ج زَمْزَمِيَّاتٌ:** سۇ قاچىسى، سۇ بوتۇلـكىسى، تېرمۇس، چايدان.

**زَمَطَ يَزْمُطُ زَمْطاً:** قىچىشىپ كەتتى، قاچتى، سىيرىلىپ چۈشتى.

**زَمِعَ يَزْمَعُ زَمَعًا الشَّخْصُ:** قورقتى.

**«زَمِعَتِ الْبِنْتُ مِنَ الرَّعْدِ»:** قىزچاق گۈلدۈرمىدىن قورقۇپ تىترەپ كەتتى.

**زَمِعَ فُلَانٌ:** پۇت ياكى قولىنىڭ بىر بارمىقى ئارتۇق بولدى.

**زَمِعٌ ج زَمِعُونَ:** قورقۇپ گاڭگىراپ قالغۇچى، ئاچچىقلانسا كۆزىدىن ياش چىقىدىغان ئادەم.

**جَارَتُنَا زَمِعَةٌ:** بىزنىڭ ئايال قوشنىمىزنىڭ ئاچچىقلانسا كۆزىدىن ياش چىقىدۇ.

**زَمَعَةٌ ج زِمَاعٌ:** ئارىلىق، مۇساپە.

**زَمِكَ يَزْمَكُ زَمَكًا الشَّيْءُ:** كىرىشىپ كەتتى، بىر ـ بىرىگە كىرىشىپ كەتتى.

**زَمِكَ الشَّخْصُ:** غەزەپلەندى، ئاچچىقلاندى.

**زَمَكٌ:** قاتتىق غەزەپ.

**زَمَكَّةٌ:** تېرىككەك، ئەخمەق، نادان، كالتە پەم، دۆت، گالۋاڭ، قاپاقباش؛ پاكار.

**زِمِكٌّ . زِمِكِّيٌّ:** قۇشنىڭ قۇيرۇقى.

**زَمَلَ يَزْمُلُ زَمْلاً فُلَانًا:** ھەمراھ بولدى، بىللە بولدى، بىللە ماڭدى، كەينىگە كىردى، ئەگەشتى.

**زَمِلَ يَزْمَلُ زَمَلاً الشَّخْصُ:** ئاجىزلاشتى، قورقۇنچاق بولدى.

**زُمْلَةٌ:** دوستلۇق، ئۈلپەتچىلىك، شىرىكچىلىك.

**زَمَلَةٌ:** ھەممە، بالا ـ چاقا.

**«مَاتَ وَ تَرَكَ زَمَلَةً كَثِيرَةً»:** ئۇ ئۆلۈپ نۇرغۇن بالا ـ چاقىلىرىنى قويۇپ كەتتى.

**أَخَذَ الشَّيْءَ بِزَمَلَتِهِ:** ئۇ نەرسىنىڭ ھەممىسىنى ئالدى.

**زُمَّلٌ:** ئاجىز، قورقۇنچاق.

**زَمَّ يَزُمُّ زَمًّا الشَّيْءَ:** باغلىدى، چىگدى، تاڭدى، تۈرىدى.

**زَمَّ بِأَنْفِهِ:** گىدىيىۋالدى، كۆرەڭلەپ كەتتى.

**زَمَّ النَّعْلَ:** ئاياغنى بوغقۇچ بىلەن چەگدى.

**زَمَمٌ:** يېقىن، ئۇدۇل.

**أَمْرُهُمْ زَمَمٌ:** ئۇلارنىڭ ئىشى بىر - بىرىگە يېقىن.

**«دَارِي مِنْ دَارِهِ زَمَمٌ» :** مېنىڭ ھويلام ئۇنىڭ ھويلىسىنىڭ ئۇدۇلىدا.

**«دَارِي زَمَمُ دَارِهِ» :** مېنىڭ ھويلام ئۇنىڭ ھويلىسىغا يېقىن.

**زَمَّارٌ:** نەيچى.

**«يَعْمَلُ زَمَّارًا فِي الْفِرْقَةِ الْمُسِيقِيَّةِ» :** ئۇ مۇزىكا ئەترىتىدە نەيچى بولۇپ ئىشلەيدۇ.

**زَمَّارَةٌ ج زَمَّارَاتٌ:** نەي، دۇدۇك، سىگنال، پۇشتەك؛ پاھىشە ئايال، زىناخور ئايال.

**زَمَّارَةُ الرُّعَاةِ:** پادىچىلارنىڭ نەيى.

**زَمَّارَةُ الرَّاعِي:** دورا ئۆسۈملۈكى.

**زَمَّارَةُ الزُّورِ:** بوغۇز، كاناي.

**زَمَّارَةُ الْإِنْذَارِ:** ئاگاھلاندۇرۇش سىگنالى.

**«اِنْطَلَقَتْ زَمَّارَةُ الْإِنْذَارِ فَانْدَفَعَ الْمُوَاطِنُونَ إِلَى الْمَخْبَإِ» :** ئاگاھلاندۇرۇش سىگنالى چېلىندى - دە، يۇرتداشلار يوشۇرۇنىدىغان جايغا يۈگۈرۈشتى.

**زَمَّارَةُ السَّيَّارَةِ:** ماشىنا سىگنالى.

**زَمَّارَةُ الْحَكَمِ فِي الْمُبَارَاةِ الرِّيَاضِيَّةِ:** تەنتەربىيە مۇسابىقىسىدىكى رېپىرىنىڭ پۇشتىكى.

**زِمَّتٌ:** قاغىلارنىڭ بىر تۈرى بولۇپ تۇمشۇقى قىزىل ياكى سېرىق، ئۇلار توپ - توپ بولۇپ ياشايدۇ.

**زُمَّجٌ:** چايكا.

**زُمَّجُ الْمَاءِ:** دېڭىز چايكىسى.

**زَمَرَ يَزْمِرُ تَزْمِيرًا بِالْمِزْمَارِ:** نەي چالدى، پۇۋلىدى.

**«أَخَذَ يَزْمِرُ فَأَطْرَبَ الْحَاضِرِينَ» :** نەي چېلىشقا باشلاپ سورۇندىكىلەرنى خۇشال قىلغۇزۇشتى.

**زَمَّرَ الْوِعَاءَ:** قاچىنى تولدۇردى.

**زَمَّعَ يُزَمِّعُ تَزْمِيعًا الْأَمْرَ:** ئىشقا بەل باغلىدى، ئىرادە باغلىدى، بىر نىيەتكە كەلدى.

**زَمَّعَ الزُّنْبُورُ:** ھەرە غوڭۇلدىدى.

**زَمَّلَ يُزَمِّلُ تَزْمِيلًا - هُ بِثَوْبِهِ:** ئۇنى كىيىم بىلەن ئورىدى، كىيىم بىلەن يۆگىدى.

**زَمَّلَ الشَّيْءَ:** يوشۇردى.

**«زَمَّلَتِ الْأُمُّ وَلَدَهَا مِنْ شِدَّةِ الْبَرْدِ» :** سوغۇقنىڭ قاتتىقلىقىدىن ئانا بالىسىنى يۆگەپ قويدى.

**زَمَّمَ يُزَمِّمُ تَزْمِيمًا - هُ:** ئۇنىڭغا چۇلۇۋۇر ئۆتكۈزدى.

**زَمَّمَ الْجَمَلَ:** تۆگىگە چۇلۇك ئۆتكۈزدى.

**زِمِّيتٌ:** تەمكىن، ئېغىر - بېسىق.

**زَمِّيرٌ:** تىكەنلىك بېلىق.

**زُمَّيْرٌ:** سۇلۇ.

**زَمِنَ يَزْمَنُ زَمَنًا وَ زَمَانَةً الشَّخْصُ:** كېسىلى ئۇزىراپ كەتتى، قېرىلىقتىن ئاجىزلاپ كەتتى.

**زَمَنٌ ج أَزْمَانٌ وَ أَزْمُنٌ وَ أَزْمِنَةٌ:** زامان، ۋاقىت، دەۋر، مەزگىل، چاغ، پەسىل.

**اَلسَّاعَةُ الْعَاشِرَةُ حَسْبَ الزَّمَنِ الْمَحَلِّيِّ:** يەرلىك ۋاقىت بويىچە سائەت ئون.

**«سَتَنْسَى أَحْزَانَكَ مَعَ الزَّمَنِ» :** ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن غەم - قايغۇلىرىڭنى ئۇنتۇيسەن.

**زَمَنُ الرَّجْعِ:** رېئاكسىيە مەزگىلى.

**مَعَ الزَّمَنِ:** زاماننىڭ ئۆتۈشى بىلەن.

**زَمَنُ الرَّبِيعِ:** باھار ۋاقتى.

**وَلَّى زَمَنُهُ:** ئۇنىڭ دەۋرى ئۆتكەندى.

**مِنْ زَمَنٍ قَرِيبٍ:** يېقىندا، يېقىندىن بېرى، پات ئارىدا، پات يېقىندا، ئۇزۇن ئۆتمەيلا.

**زَمِنٌ ج زَمْنَى :** ناكا، مېيىپ، مەجرۇھ.

**شَيْخٌ زَمِنٌ:** كېسەلچان بوۋاي.

**هُوَ زَمِنُ الرَّغْبَةِ:** قىزىقىشى سوۋۇپ كەتكەن.

**زَمْنَةٌ:** زامان، ۋاقىت، دەۋر، مەزگىل.

**زَمَنِيٌّ:** دۇنياۋى، دۇنيالىق، دىندىن خالىي، رېئال، ۋاقىتلىق، زامانغا خاس.

**اِتِّفَاقٌ زَمَنِيٌّ:** ۋاقىتلىق توختام.

**تَرْتِيبٌ زَمَنِيٌّ:** يىلنامە.

**أَلْغَامٌ زَمَنِيَّةٌ:** مۇددەتلىك پارتلايدىغان مىنا.

**قُنْبُلَةٌ زَمَنِيَّةٌ:** قەرەللىك بومبا.

**اَلْخَيْرَاتُ الزَّمَنِيَّةُ:** دۇنيانىڭ بەختى، دۇنيانىڭ مەنپەئەتلىرى، دۇنيا باياشاتچىلىقى.

**اَلسُّلْطَةُ الزَّمَنِيَّةُ:** ئاقسۆڭەكلەر ھاكىمىيىتى.

**زَمْهَرَ يُزَمْهِرُ زَمْهَرَةً الْعَيْنُ:** غەزەپتىن كۆزى قىزىرىپ كەتتى.

**زَمْهَرِيْرٌ:** قاتتىق سوغۇق.

**«لاَ يَرَوْنَ فِيهَا شَمْسًا وَلاَ زَمْهَرِيرًا» (قرآن):** ئۇلار جەننەتتە قاتتىق ئىسسىقنىمۇ، قاتتىق سوغۇقنىمۇ كۆرمەيدۇ.

**زَمُورٌ ج زُمُرٌ:** چىرايلىق بالا، كېلىشكەن غۇلام.

**زَمُوعٌ:** تېز، چاپسان؛ تېز يۈگۈرىدىغان توشقان.

**زَمِيتٌ ج زُمَتَاءُ:** سۇرلۇك.

**زَمِيعٌ ج زُمَعَاءُ:** ئالدىراڭغۇ؛ قەھرىمان؛ توغرا پىكىرلىك.

**عَامِلٌ زَمِيعٌ:** ئالدىراڭغۇ ئىشچى.

**جُنُودٌ زُمَعَاءُ:** باتۇر ئەسكەرلەر.

**زَمِيلٌ ج زُمَلاَءُ:** كەسىپداش، يولداش، ھەمراھ، ساۋاقداش، خىزمەتداش؛ ئۇلاغنىڭ كەينىگە مىنگەشكەن ئادەم.

**«هِيَ زَمِيلَتِي فِي التَّعْلِيمِ»:** ئۇ قىز مېنىڭ ساۋاقدىشىم.

**«هُوَ زَمِيلِي فِي الْإِدَارَةِ»:** ئۇ مېنىڭ خىزمەتدىشىم.

**زَمِيلٌ فِي مَنْصَبٍ:** خىزمەتداش، كەسىپداش.

**زَمِيلُ الْمَدْرَسَةِ:** ساۋاقداش.

**زَمِيلُ الْكَأْسِ:** ھاراق ئۈلپىتى.

**زَمِيْنٌ:** ناكا، مېيىپ، مەجرۇھ.

**زِنَاءُ:** زىنا قىلماق، پاھىشە قىلماق.

**زَنَاخَةٌ:** ئاچچىق پۇراق، سېسىق پۇراق.

**زِنَادٌ ج أَزْنِدَةٌ:** چاقماق، ياندۇرماق، سايمان، مىلتىقنىڭ تەپكىسى.

**«ضَغَطَ عَلَى الزِّنَادِ»:** تەپكىنى باستى.

**حَجَرُ الزِّنَادِ:** چاقماق تېشى.

**إِبْرَةُ الزِّنَادِ:** پىستان چاققۇچ.

**قَدَحَ زِنَادَ فِكْرِهِ:** ئۆزۈن ئويلاشتى، پىكىر يۈرگۈزدى.

**زِنَاقٌ ج زُنُقٌ وَ أَزْنِقَةٌ:** قېچىرنىڭ پۇتىغا باغلىنىدىغان ئارغامچا؛ زىبۇ زىننەتنىڭ بىر تۈرى؛ يېتىلگەن ئەقىل؛ دۇبۇلغا، تۆمۈر قالپاقلارنىڭ چۈشۈپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئېڭىكىنىڭ ئاستىغا باغلىنىدىغان يىپ.

**«رَبَطَ رَاكِبُ الدَّرَّاجَةِ النَّارِيَّةِ زِنَاقَ خَوْذَتِهِ»:** موتسىكلىت مىنگۈچى بىخەتەر قالپىقىنىڭ بوغقۇچىنى چىگىۋالدى.

**زِنَاقَةٌ:** يۈگەن ۋە نوختىلاردىكى ھايۋاننىڭ ئېڭىكى ئاستىغا توغرا كېلىدىغان ھالقا.

**زَنَأَ يَزْنَأُ زَنْئًا بَوْلَهُ:** سۈيدۈكنى توختىتىۋالدى.

**زَنْأَةُ الْبَوْلِ:** سۈيدۈك يىغىلىپ قېلىش.

**زِنْبَارٌ ج نَابِيْرُ:** سېرىق ھەرە.

**زُنْبَةٌ:** بېگىز.

**زَنْبَرٌ:** شىر.

**زَنْبَرَكٌ ج زَنَابِكُ:** پۇرژىنا، رېسور (ماشىنىلاردا).

**زَنْبَقٌ. زَنْبَقَةٌ ج زَنَابِقُ:** پىياز گۈل، گۈل سامساق.

**زَنْبَقُ خُزَامَةٍ:** شەرق نەرگىز گۈلى.

**زِنْبِيْرٌ:** سېرىق ھەرە.

**زَنْبِيْلٌ ج زَنَابِيْلُ:** سېۋەت؛ زەنبىل؛ سامان تاغار؛ قازان ـ قومۇچ.

**زِنْبِيلٌ ج زَنَابِيْلُ:** زەنبىل، باداڭ.

**زَنْتَرَةٌ:** غۇربەتچىلىك، كەمبەغەللىك، نامراتلىق، مۇشكۈللۈك، قىيىنچىلىق.

**زَنِجَ يَزْنَجُ زَنَجًا الشَّخْصُ:** ئۈچىيى قورۇلۇپ قېلىپ كۆپ يەپ كۆپ ئىچەلمىدى.

**زَنِجَتِ الْجِمَالُ:** تۆگە ئۇسساپ كەتتى.

**«دَاوَى الطَّبِيبُ زَنَجَهُ»:** تېۋىپ ئۇنىڭ قورۇلۇپ قالغان ئۈچىيىنى داۋالىدى.

**زِنْجٌ ج زُنُوجٌ:** زەڭگى، قاراتەنلىك.

**زُنُوجُ الْوِلاَيَاتِ الْمُتَّحِدَةِ الأَمْرِيكِيَّةِ:** ئامېرىكا قوشما شتاتلىرى نېگىرلىرى.

**زِنْجَارٌ:** دات (تۆمۈر دېتى).

«عَلاَ الزَّنْجَارُ مَاعُونَ الطَّبْخِ» : قاچا ـ قۇچىلار داتلىشىپ قالدى.

**زَنْجَبِيلٌ:** زەنجىۋىل.

«وَيُسْقَوْنَ فِيهَا كَأْسًا كَانَ مِزَاجُهَا زَنْجَبِيلاً » (قرآن): ئۇلار يەنە جەننەتتە زەنجىۋىل ئارىلاش- تۇرۇلغان جام بىلەن (يەنى جامدىكى مەي بىلەن) سۇغىرىلىدۇ.

**زَنْجَرَ يُزَنْجِرُ زَنْجَرَةً الرَّجُلُ:** بارماق ئىشارىتى قىلدى (باش بارمىقىنىڭ تىرنىقىنى كۆرسەت- كۆچ بارمىقىنىڭ تىرنىقى بىلەن كۆرسىتىپ تۇرۇپ «ھېچ نەرسە بەرمەيمەن» دېگەن مەنىنى بىلدۈردى).

**زَنْجَفْرٌ. زُنْجُفْرٌ:** سىماپ سۇلفىد رودىسى، گىل.

**زِنْجِيرٌ ج زَنَاجِيرُ:** زەنجىر.

**زِنْجِيرَةٌ:** ئېلىۋېتىلگەن تىرناق، تىرناق ئۈستىـ- دىكى ئاقلىق؛ زەنجىر.

**زِنْجِيٌّ:** قارا تەنلىككە مەنسۇپ، زەڭگىگە دائىر.

**رَقْصٌ زِنْجِيٌّ:** نېگىرچە ئۇسسۇل.

**زِنْجِيَّةٌ ج زِنْجِيَّاتٌ:** قارا تەنلىككە مەنسۇپ، نېگىر.

**زَنِخَ يَزْنَخُ زَنَخًا الطَّعَامُ:** تاماق بۇزۇلۇپ قالدى، تەمى ئۆزگىرىپ قالدى.

**زَنِخَ اللَّحْمُ:** گۆش پۇراپ قالدى.

**زَنْخٌ:** سېسىق پۇراق، بەدبۇي.

**زَنِخٌ:** پۇراپ قالماق، سېسىماق.

**زَنَدَ يَزْنَدُ وَ يَزْنِدُ زَنْدًا الإِنَاءَ:** قاچىنى توشقۇز- دى، قاچىلىدى.

**زَنَدَ النَّارَ:** چاقماق چېقىپ ئوت چىقاردى.

**زَنَدَ نَارَ الْحَرْبِ:** ئۇرۇش قوزغىدى.

**زَنِدَ يَزْنَدُ زَنَدًا الرَّجُلُ:** ئۇسسىدى، تەشنا بولدى، سۇسىدى.

**زَنْدٌ ج أَزْنُدٌ وَ زِنَادٌ وَ أَزْنَادٌ:** سۈركەپ ئوت چىقىرىلىدىغان ئۈستۈنكى تاختا، يېغىش، بىلەك.

**زَنْدُ الْبُنْدُقِيَّةِ:** تەپكە (مىلتىق ـ تاپانچىنىڭ).

**زَنْدَةٌ ج زِنَادٌ:** سۈركەپ ئوت چىقىرىلىدىغان ئاستىنقى تاختا.

**زَنْدَقَةٌ:** خۇداسىزلىق، كۇپىرلىق، زىندىقلىق، دەھرىيلىك، ساختا مۇسۇلمانلىق.

**زِنْدِيقٌ ج زَنَادِيقُ وَ زَنَادِقَةٌ:** دىنسىز، زىندىق، كاپىر، دەھرىي، مۇناپىق، ساختا مۇسۇلمان.

«حَذَارِ مِنَ الزِّنْدِيقِ» : زىندىقتىن ئېھتىيات قىل.

**زَنَرَ يَزْنُرُ زَنْرًا ـ هُ:** ئۇنىڭغا بەلباغ باغلاتتى، بەلباغ باغلاپ قويدى، زۇننار باغلاتتى.

**زَنَرَ الإِنَاءَ:** قاچىنى تولدۇردى.

**زُنَّارَةٌ ج زُنَّارَاتٌ:** كامىر.

«وُضِعَ الْمُجْرِمُونَ فِي زُنَّارَةٍ وَاحِدَةٍ» : جىنا- يەتچىلەر بىر كامىرغا سولاندى.

**زَنِقَ يَزْنَقُ زَنَقًا:** ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى.

**زَنَقَ يَزْنُقُ وَ يَزْنِقُ زَنْقًا عَلَى عِيَالِهِ:** بالا ـ چاقىلىرىغا بېخىللىق قىلدى، پىخسىقلىق قىلدى، ئىقتىساد جەھەتتىن قىستى.

**زَنَقَهُ:** ئۇنى قىستى، ئۇنى ئورۇۋالدى.

**زَنِقَ يَزْنَقُ زَنَقًا الطَّرِيقُ:** يول تارلاشتى.

**زَنْقَةٌ:** پېسىم، بېسىم كۈچ.

**زَنْقَةُ الْبَوْلِ:** سۈيدۈك پىغىلىپ قېلىش.

**زَنَقَةٌ ج زَنَقَاتٌ وَ زَنَقٌ:** تار كوچا، كىچىك كوچا.

**زُنْقُورٌ ج زَنَاقِيرُ:** بۇلۇڭ ـ پۇشتاق، بۇلۇڭ.

**زِنْكٌ:** سىنىك.

**زِنْكِ أُكْسِيدُ:** سىنىك ئوكسىدى.

**زَنِمَ يَزْنَمُ زَنَامَةً الشَّخْصُ:** ئەسكى بولدى، پەسكەش بولدى.

**زَنَمَ يَزْنِمُ زَنْمًا الْجَمَلَ:** تۆگىنىڭ قۇلىقىنى كېسىپ ساڭگىلىتىپ قويدى.

**اَلزَّنِمُ:** ئەن، بەلگە، نىشان، قۇلىقى كېسىلەك.

**زَنَّ يَزِنُّ زَنًّا ـ تِ الْحَشَرَةُ:** ھاشارەتلەر شىرىلـ- دىدى، چىرىلدىدى.

**زَنَّ بَوْلَهُ:** سۈيدۈكىنى تۇتۇۋالدى.

**زَنَّتِ النَّحْلَةُ:** ھەسەل ھەرىسى غوڭۇلدىدى.

**زَنَّ**: غوڭۇلدىماق، غۇژ ـ غۇژقىلماق.

**زَنَّاءٌ ج زَنَّاءُونَ**: زىناخور، پاھىشىۋاز.

**زَنَّارٌ ج زَنَانِيرُ**: بەلباغ، كەمەر؛ بەلگە، زۇننار.

**«شَدَّتِ الْمَرْأَةُ وَسَطَهَا بِزُنَّارٍ»** : ئايال بېلىگە زۇننار باغلىۋالدى.

**زَنَّأَ يُزَنِّأُ تَزْنِئَةً عَلَيْهِ**: چەكلىدى، قىيىنلاش- تۇردى، چۈشىپ قويدى.

**زَنَّخَ يُزَنِّخُ تَزْنِيخًا الطَّعَامُ**: تائامنىڭ سۈيى- تى كۆزگىرىپ قالدى، تاماق پۇراپ قالدى.

**زَنَّرَ يُزَنِّرُ تَزْنِيرًا بِعَيْنِهِ إِلَيَّ**: ماڭا تىكىلىپ قارىدى، دىققەت بىلەن قارىدى، سىنچىلاپ قارىدى.

**زَنَّرَهُ**: ئۇنىڭغا بەلباغ باغلىدى، كەمەر باغلىدى.

**زَنَّرَ الْقِسَّ**: پوپقا زۇننار تاقىدى.

**زَنَّقَ يُزَنِّقُ تَزْنِيقًا عَلَى عِيَالِهِ**: بالا چاقىلىرىغا پىخسىقلىق قىلدى، بېخىللىق قىلدى، ئىقتىساد جەھەتتىن قىستى.

**زَنَّقَ الشَّيْءَ**: نەرسىنى قىستى، سىقتى.

**زَنُوبِيَا**: پاپىروس، سىگارت.

**زَنُوحٌ**: تېز ماڭىدىغان تۆگە.

**زَنَى يَزْنِي زِنًى وَ زِنَاءً الشَّخْصُ**: زىنا قىلدى، پاھىشە قىلدى.

**زَنَتِ الْمَرْأَةُ**: ئايال بۇزۇقچىلىق قىلدى.

**زَنَى بِالْمَرْأَةِ**: ئايال بىلەن پاھىشە قىلدى.

**زِنًى**: زىنا قىلماق، پاھىشە قىلماق.

**اِبْنُ زِنًى**: ھارامدىن بولغان.

**زَنِيٌّ**: كىچىك قاچا.

**زَنِيقٌ**: پۇختا، پىشقان پىكىر.

**زَنِيمٌ ج زُنَمَى**: تېگى پەس، ھارامزادە، پەسكەش، زاتى پەس، ئىپلاس، رەزىل، ھارامدىن بولغان.

**«عُتُلٍّ بَعْدَ ذَلِكَ زَنِيمٍ» «قۇرئان»** : قوپال، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھارامدىن بولغان ئادەم (ۋەلىدىبىن مۇغىرە) گە . . .

**زَنِيٌّ**: تار.

**زِهْ**: ياخشى، بەك ياخشى، بەك ياخشى بولدى، قالتىس بولدى.

**زِهْ!** : ياخشى، بەك ياخشى! بەك ياخشى بولدى! قالتىس بولدى!

**زَهَا يَزْهُو زَهْوًا وَ زُهُوًّا**: مەغرۇرلاندى، ھاكاۋۇر- لۇق قىلدى، كېرىلىۋالدى.

**زَهَا الْغُلَامُ**: يىگىت يېتىلدى، توشتى، ياش قۇرا- مىغا يەتتى.

**زَهَا الزَّرْعُ**: زىرائەت يېتىلدى، پىشتى.

**زَهَا السِّرَاجُ**: چىراغ يورىدى، نۇر چاچتى.

**زَهَا الْكِبْرُ فُلَانًا**: كىبىر ئۇنى چوڭچىلىق قىلدۇردى.

**زَهَتِ الْأَزْهَارُ**: گۈل ـ چېچەكلەر ئۆسۈپ يېتىل- دى.

**«تَزْهُو أَنْوَارُ الْمَدِينَةِ فِي الْأَعْيَادِ»** : بايراملاردا شەھەرنىڭ چىراغلىرى يورۇپ كېتىدۇ.

**زُهَاءُ**: ئۆپچۆرىسى، ئەتراپىدا، ئەتراپى، تەخمى- نەن، مىقدار.

**زُهَاءَ سَاعَةٍ**: بىر سائەت ئەتراپىدا.

**هُمْ زُهَاءُ أَلْفٍ**: ئۇلار تەخمىنەن مىڭ.

**زَهَادَةٌ**: زاھىدلىق، تەركىدۇنيا بولۇپ ئىبادەت قىلماق.

**زَهَادَةٌ فِي الدُّنْيَا**: دۇنياغا بىرىلمەسلىك، دۇنياغا كۆڭۈل بۆلۈپ كەتمەسلىك.

**زَهَادَةُ الْعَيْشِ**: ھاياتقا پەرۋاسىز قاراش.

**زِهَارَةٌ**: گۈلچىلىك ئىلمى، گۈلچىلىك تېخنى- كىسى.

**«تُدَرَّسُ الزِّهَارَةُ ضِمْنَ مَوَادِّ كُلِّيَّةِ الزِّرَاعَةِ»** : گۈلچىلىك تېخنىكىسى دېھقانچىلىق فاكۇل- تېتىنىڭ دەرسلىرى قاتارىدا ئۆتۈلىدۇ.

**زَهِدَ يَزْهَدُ زُهْدًا وَ زَهَادَةً فِي الشَّيْءِ وَ عَنْهُ**: نەرسىنى تاشلىدى؛ تەرك ئەتتى، يۈز ئۆرىدى، خالىي بولدى، كۆڭۈل بۆلمىدى.

**زَهِدَ الْمُتَصَوِّفُ فِي الدُّنْيَا**: سوپى دۇنيادىن يۈز ئۆرىدى، دۇنيانى تەرك ئەتتى.

**«زَهِدَ فِي الدُّنْيَا وَ تَرَكَ حَلَالَهَا وَ حَرَامَهَا»** : دۇنياغا قىزىقمىدى، دۇنيانىڭ ھالال ۋە ھارام نەرسىلىرىنىڭ ھەممىسىنى تەرك ئەتتى.

**زَهَدَ يَزْهَدُ زُهْدًا**: تاشلىدى، تەرك ئەتتى، يۈز

ئۆرىدى.

**زَهَدَ فِيهِ:** ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلمىدى.

**زَهَدَ الدُّنْيَا:** تەركىدۇنيا بولدى، دەرۋىش بولدى.

**زُهْدٌ:** زاھىدلىق، تەركىدۇنيا بولۇپ ئىبادەت قىلماق.

**اَلزُّهْدُ فِي الْمَالِ:** پۇل - مالغا قىزىقماسلىق.

**زَهَرَ يَزْهَرُ زَهْرًا وَ زُهُورًا السِّرَاجُ:** چىراغ يورۇدى، پارلىدى، چاقنىدى.

**زَهَرَ الْوَجْهُ أَوِ الْقَمَرُ:** يۈز ياكى ئاي يورىدى، يالتىرىدى، پارقىرىدى.

**زَهَرَتِ النَّارُ:** ئوت يورىدى.

**زَهَرَ الشَّيْءُ:** نەرسىنىڭ رەڭگى سۈزۈك بولدى.

**زَهَرَتِ الزَّنْدُ:** چاقماق ياندى.

**زَهَرَتِ النَّبَاتُ:** ئۆسۈملۈك چېچەكلىدى.

**زَهِرَ يَزْهَرُ زَهَرًا وَ زَهَارَةً وَ زُهُورًا:** رەڭگى ئاق، چىرايلىق، سۈزۈك بولدى.

**زَهْرٌ ج أَزْهَارٌ وَ زُهُورٌ:** چېچەك، گۈل.

**زَهْرُ النُّحَاسِ:** مىستىكى يېشىللىق.

**زَهْرُ الْمِلْحِ:** ساپ بولمىغان ناترىي كاربونات.

**زَهْرُ الْعَسَلِ:** ئۈچقات (ئۆسۈملۈك).

**زَهْرُ الصَّبَاغِ:** جۇخارگۈل.

**زَهْرُ الرَّبِيعِ:** باھارگۈل.

**زَهْرُ الْبُرْتُقَالِ:** ئاپېلسىن چېچىكى.

**زَهْرُ الْكِبْرِيتِ:** سوقۇپ يۇمشىتىلغان گۈڭگۈرت.

**زَهْرُ النَّرْدِ:** شىشخال (قىمار ئويناش ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان نەرسە).

**زَهْرُ الْحَجَرِ:** مۇخ، تاش خىنە، لىشاينىك.

**زُهْرٌ:** ئاي بېشىدىكى ئۈچ كېچە.

**زَهْرُ اللَّيْلِ:** ناماز شام گۈلى، ھەپىرەڭ.

**اَلزَّهْرَاءُ:** زەھرا (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى ھەزرىتى پاتىمەنىڭ لەقىمى؛ ئىسپانىيىدىكى داڭلىق بىر سارايىنىڭ ئىسمى).

**اَلزَّهْرَاوَانِ:** «بەقەرە» ۋە «ئال ئىمران» سۈرىسى.

**زَهْرَاوِيٌّ:** خۇشاللىق، كۆڭۈللۈك.

**زَهْرَةٌ ج زَهَرَاتٌ:** گۈل، غۇنچە.

**زَهْرَةُ الثَّالُوثِ:** كېپىنەك گۈل؛ كۆركەم، گۈزەل.

**زَهْرَةُ الدُّنْيَا:** دۇنيانىڭ زىبۇ زىننەت ۋە نازۇ نېمەتلىرى.

**زَهْرَةُ الْحَيَاةِ:** گۈزەل ياشلىق؛ گۈزەل ھايات مەنزىرىسى، باھار مەنزىرىسى.

**«وَلَاتَمُدَّنَّ عَيْنَيْكَ إِلَى مَا مَتَّعْنَا بِهِ أَزْوَاجًا مِنْهُمْ زَهْرَةَ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا» «قرآن»:** بىز (كۇففارلاردىن) تۈرلۈك جامائەنى بەھرىمەن قىلغان دۇنيانىڭ نېمەتلىرى ۋە زىبۇ زىننەتلىرىگە كۆز سالمىغىن . . .

**زَهْرَةُ الْعُمْرِ:** گۈزەل ياشلىق، گۈزەل ھايات مەنزىرىسى، ئۆمۈرنىڭ باھار مەنزىرىسى.

**زَهْرَةُ الْحَسْنَاءِ:** گۈزەل قىزنىڭ سۆيسۈزۈكلۈكى.

**صَبِيَّةٌ فِي زَهْرَةِ الْعُمْرِ:** ياشلىق باھارىنى ئۆتكۈزۈۋاتقان قىزچاق.

**زَهْرَةُ الرِّيحِ:** كۆك قاغا، پىكنونوت.

**زُهَرَةٌ:** زۆھرە يۇلتۇز، ۋېنىرا.

**زُهْرَةٌ:** ئاپئاق، سۈزۈك رەڭ.

**زَهْرِيٌّ:** گۈلگە مەنسۇپ، گۈلگە ئائىت، گۈل رەڭگىدە.

**زَهْرِيُّ الشَّكْلِ:** گۈل شەكىللىك.

**زُهَرِيٌّ:** تاناسىل كېسەللىكى، جىنسىي كېسەللىك، سىفلىس.

**اَلْأَمْرَاضُ الزُّهَرِيَّةُ:** تاناسىل كېسەللىكى، جىنسىي كېسەللىك.

**زَهْرِيَّةٌ ج زَهْرِيَّاتٌ:** گۈل قاچىسى، تەشتەك، لوڭقا، گۈلدان.

**«فِي الْحُجْرَةِ زَهْرِيَّةٌ بِهَا وَرْدٌ جَمِيلٌ»:** خانىدىكى لوڭقىدا چىرايلىق قىزىل گۈل بار.

**زَهَقَ يَزْهَقُ زُهُوقًا لِلْمَوْتِ وَ غَيْرِهِ:** ئۆلۈم ۋە باشقىلارغا يېقىنلاشتى.

**«زَهَقَ الْمُحْتَضَرُ لِلْهَلَاكِ»:** سەكراتتىكى ئادەم ئۆلۈمگە يېقىنلاشتى.

**زَهَقَ يَزْهَقُ زُهُوقًا الْبَاطِلُ:** ھالاك بولدى، ۋەيران بولدى، يوقالدى.

«وَقُلْ جَاءَ الْحَقُّ وَزَهَقَ الْبَاطِلُ» «قرآن» : «ھەقىقەت (يەنى ئىسلام) كەلدى، باتىل (يەنى كۇفرى) يوقالدى...» دېگىن.

**زَهَقَ يَزْهَقُ زَهْقًا وَ زُهُوقًا نَفْسُهُ:** جېنى چىقتى.

**زَهَقَ الْفَرَسُ:** ئات ئۆزۈپ چىقتى، ئىلگىرىلەپ كەتتى.

**زَهَقَ السَّهْمُ:** ئوق نىشانغا تەگدى.

**زَهَكَ يَزْهَكُ زَهْكًا الشَّيْءَ:** سۈركىدى، قاچىدى؛ ئاقلىدى.

**زَهَلَ يَزْهَلُ زَهْلاً:** دىلى ئارام تاپتى.

**زَهَلَ عَنِ الشَّيْءِ:** يىراقلاشتى.

**زَهَلَ يَزْهَلُ زَهَلاً الشَّيْءُ:** ئاپپاق سىلىق بولدى.

**زَهْلَقَ يُزَهْلِقُ زَهْلَقَةً الشَّيْءَ:** نەرسىنى سىلىقلىدى، پارقىراتتى.

**زِهْلِقٌ:** جانلىق، شوخ، تېتىك؛ قارا بوران.

**زُهْلُولٌ ج زَهَالِيلُ:** سىلىق.

**زَهَمَ يَزْهَمُ زَهْمًا الْعَظْمُ:** ئىلىك تولدى.

**زَهَمَ فُلاَنًا عَنْ كَذَا:** مەنئى قىلدى، توستى.

**زَهِمَ يَزْهَمُ زَهَمًا الشَّخْصُ:** سەمرىدى، كۆپ يەپ قورسىقى ئېشىلىپ كەتتى.

«زَهِمَ مِنْ كَثْرَةِ الأَكْلِ وَ قِلَّةِ الرِّيَاضَةِ» : ئۇ كۆپ يەپ ئاز ھەرىكەت قىلغانلىقتىن سەمرىپ كەتتى.

**زُهْمٌ:** بەدبۇي، سېسىق، ھايۋان مېيى.

**زَهِمٌ ج زَهِمُونَ:** سېمىز.

**زَهْمَانٌ:** كۆپ يەپ قورسىقى ئېشىلىپ كەتكەن ئادەم.

**زُهْمَةٌ:** سېسىق پۇراق، سېسىق ھىد.

**زَهِمَةٌ ج زَهِمَاتٌ:** سېمىز.

**زَهَّارٌ ج زَهَّارُونَ:** گۇل ساتقۇچى؛ گۇل تېرىغۇچى، گۇلچى؛ بوتانىكا ئالىمى.

«اِشْتَرَى الْوُرُودَ مِنَ الزَّهَّارِ» : قىزىل گۇللەرنى گۇلچىدىن سېتىۋالدى.

**زَهَّدَ يُزَهِّدُ تَزْهِيدًا فِي الشَّيْءِ وَ عَنْهُ:** قىزىقماسلىققا تەرغىب قىلدى.

«زَهَّدَهُ الْوَاعِظُ فِي حُبِّ الْمَالِ» : ۋەز ئېيتقۇچى مالنى دوست تۇتماسلىققا تەرغىب قىلدى.

**زَهَّقَ يُزَهِّقُ تَزْهِيقًا:** زېرىكتۈردى، كۆڭلىنى سۇندۇردى، رايىنى قايتۇردى.

**اَلزَّهِيدُ:** كۆپ تەقۋادار، ناھايىتى زاھىد ئادەم.

**زَهْوٌ . زُهُوٌّ:** ھاكاۋۇرلۇق، تەكەببۇرلۇق، چوڭچىلىق؛ ئاساسسىز، ئەھمىيەتسىز؛ ساختا؛ شانلىق، نۇرلۇق، شەرەپلىك؛ گۈزەللىك، كۆركەملىك.

**زَهْوُ الأَغْنِيَاءِ:** بايلارنىڭ مەغرۇرلۇقى.

**زَهْوُ الطَّبِيعَةِ:** تەبىئەتنىڭ گۈزەللىكى.

**زَهْوُ الأَشْجَارِ فِي الرَّبِيعِ:** باھار دەرەخلىرىنىڭ كۆركەملىكى.

**زُهُوقٌ:** ئۆلۈمگە يېقىنلاشماق.

**زَهُوقٌ ج زُهُقٌ:** ھالاك بولغۇچى، يوقالغۇچى.

«إِنَّ الْبَاطِلَ كَانَ زَهُوقًا» «قرآن» : ... باتىل ھەقىقەتەن ئوڭاي يوقىلىدۇ.

**زُهُومَةٌ:** بەد بۇي، سېسىق.

**زَهِيَ يُزْهَى زَهْوًا عَلَى النَّاسِ:** تەكەببۇرلۇق قىلدى.

**زُهِيَ بِكَذَا:** مەغرۇرلاندى.

«زُهِيَ الشَّيْخُ بِحَفِيدَتِهِ» : بوۋاي نەۋرىسى بىلەن پەخىرلەندى.

**زَهْيٌ:** يورۇقلۇق نۇر؛ ئوچۇق نۇر؛ چىرايلىق نۇر؛ يارقىن؛ روشەن؛ كۆركەم؛ نۇر.

**زَهِيدٌ:** ئەرزىمەس، بېخىل، ناكەس؛ ئازغىنە، كىچىككىنە، قىممىتى يوق، ئازراق، قەدىرسىز.

**زَهِيدُ الْعَيْنِ:** ئاز قانائەت قىلىدىغان.

**ثَمَنٌ زَهِيدٌ:** ئازغىنا پۇل.

**زَهِيدُ الأَكْلِ:** تامىقى ئاز.

**وَادٍ زَهِيدٌ:** تار ساي، تار جىلغا.

**زَهِيٌّ:** چىرايلىق، ئوچۇق، نۇرلۇق.

**أَلْوَانٌ زَهِيَّةٌ:** ئوچۇق رەڭ.

**زَوَاجٌ:** تۇرمۇش قۇرماق، توي قىلماق، نىكاھلانماق، جۈپلەشمەك، نىكاھ، توي.

«زَوَاجُ الْأَقَارِبِ يُضْعِفُ النَّسْلَ» : تۇغقانلارنىڭ ئۆزئارا نىكاھلىنىشى نەسلىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ.

حَيَاةُ الزَّوَاجِ: ئەر – خوتۇنلۇق تۇرمۇش.

زَوَاجُ الشِّغَارِ: تويلۇقسىز قايچا قۇدا بولماق.

زَوَاجٌ غَيْرُ شَرْعِيٍّ: قانۇنسىز توي، نىكاھسىز [illegible] قانۇنسىز بىللە بولماق.

زَوَاجٌ بَيْنَ الْأَهْلِ: ئۇرۇق – تۇغقانلار ئارىسىدا ئۆيلەنمەك.

زَوَاجُ الْمُتْعَةِ: ۋاقىتلىق ئۆيلەنمەك، ۋاقىتلىق خوتۇن ئالماق.

زَوَاجٌ اِخْتِيَارِيٌّ: سىناشماق، سىنىشىپ توي قىلماق.

زَوَاجٌ عُرْفِيٌّ: مىللىي ئەنئەنە بويىچە توي قىلماق.

زَوَاجٌ مَدَنِيٌّ: ئەنئەنە بويىچە توي قىلماق.

حَفْلَةُ الزَّوَاجِ: توي مۇراسىمى، توي چېيى، توي زىياپىتى.

خَاتَمُ الزَّوَاجِ: تويلۇق ئۈزۈك.

زَوَاجُ مَصْلَحَةٍ: مۇئەييەن مەنپەئەتنى كۆزلەپ توي قىلماق.

شَهَادَةُ الزَّوَاجِ: نىكاھلىنىش گۇۋاھنامىسى، توي خېتى.

صَالِحٌ أَوْ صَالِحَةٌ لِلزَّوَاجِ: توي قىلىش يېشىغا توشقان.

كَرَاهَةٌ لِلزَّوَاجِ: مەجبۇرىي توي.

وَحْدَةُ الزَّوَاجِ: بىر ئەر – خوتۇنلۇق تۈزۈم.

زِوَاقٌ: ئالتۇن جابدۇق، ئالتۇن كۈمۈشتىن ياسالغان بېزەك؛ ئاياللارنىڭ ئۇپا – ئەڭلىك ۋە زىننەت بۇيۇملىرى.

زَوَالٌ: يوقالماق، تۈگىمەك، زاۋال تاپماق، ئۈزۈلمەك، ئۆچمەك.

زَوَالُ الشَّمْسِ: قۇياشنىڭ پېتىشى.

خَطُّ الزَّوَالِ: مېرىدىئان سىزىقى.

زُوَانٌ. زَوَانٌ. زِوَانٌ: زەھەرلىك بۇغداي.

زُوَانٌ: خىلمۇ خىل ياۋا ئوت – چۆپلەر، مەستەك (زەھەرلىك دان تۇتىدىغان بۇغدايسىمان ئۆسۈم-

لوك).

زَوْبَعَةٌ ج زَوَابِعُ: قارا بوران، قارا قۇيۇن، بوران – چاپقۇن.

زَوْبَعَةٌ بَحْرِيَّةٌ أَوْ بَرِّيَّةٌ: دېڭىز بورىنى، قاتتىق بوران.

زَوْجٌ ج أَزْوَاجٌ: جۈپ، ئەر (ئايالىنىڭ ئېرى) ھايۋاننىڭ جۈپتى.

«قُلْنَا احْمِلْ فِيهَا مِنْ كُلٍّ زَوْجَيْنِ اثْنَيْنِ»

«قۇرئان» : «كېمىگە ھايۋانلاردىن (ئەركەك، چىشى بولۇپ) بىر جۈپتىن ئېلىۋالغىن...» دېدۇق.

زَوْجُ أَحْذِيَةٍ: بىر جۈپ ئاياغ.

زَوْجٌ مِنَ الْبَقَرِ: بىر جۈپ كالا.

زَوْجُ الْإِبْنَةِ: كۈيئوغۇل.

زَوْجُ الْأُخْتِ: ھەمشىرىنىڭ ئېرى، يېزنە.

تَعَدُّدُ الْأَزْوَاجِ: كۆپ ئەرلىك تۈزۈم.

الزَّوْجَانِ: ئەر – خوتۇن ئىككىسى، ئەر ۋە ئۇنىڭ خوتۇنى.

زَوْجَةٌ ج زَوْجَاتٌ: ئايال، خوتۇن (ئەرنىڭ ئايالى)، رەپىقىسى، جۆرىسى.

«اَلزَّوْجَةُ الصَّالِحَةُ سَبَبٌ فِي سَعَادَةِ الْأُسْرَةِ» : ياخشى ئايال ئائىلىنىڭ بەختلىك بولۇشىنىڭ سەۋەبىدۇر.

زَوْجَةُ الْأَبِ: ئۆگەي ئانا، دادىسىنىڭ ئايالى.

زَوْجَةُ الْإِبْنِ: كېلىن.

زَوْجَةٌ صَالِحَةٌ: ياخشى خوتۇن.

تَعَدُّدُ الزَّوْجَاتِ: كۆپ خوتۇنلۇق تۈزۈم.

زَوْجِيٌّ: جۈپ، جۈپ سان.

عَدَدٌ زَوْجِيٌّ: جۈپ سان.

زَوْجِيَّةٌ: توي قىلماق، نىكاھلانماق، جۈپلەشمەك.

رَابِطَةُ الزَّوْجِيَّةِ: ئەر – خوتۇنلۇق مۇناسىۋەت.

أَوَامِرُ الزَّوْجِيَّةِ: ئەر – خوتۇنلۇق مۇناسىۋەت.

حَفْلَةُ الزَّوْجِيَّةِ: توي مۇراسىمى.

اَلْعَلَاقَةُ الزَّوْجِيَّةُ: ئەر – ئاياللىق مۇناسىۋەت.

**زَوْحٌ:** يۆتكىۋەتمەك، نېرى قىلىۋەتمەك، يىراقلاشتۇرماق.

**زَوِدَ يَزْوَدُ زَوَدًا الشَّخْصُ:** قەلبى بۇزۇلدى، دىلى ئەگرى بولدى.

**زَوِدَ الشَّيْءُ:** نەرسە قىڭغىر بولدى، قىيسايدى، بىر تەرەپكە ئاغدى.

**زَوِرَ يَزْوَرُ زَوَرًا الشَّيْءُ:** نەرسە قىيسايدى، ئەگرى بولدى، كۆكرىكىنىڭ بىر تەرىپى يەنە بىر تەرىپىنى بېسىپ كەتتى.

**زَوْرٌ:** زىيارەت قىلغۇچىلار، ئېكسكۇرسىيەچىلەر؛ زىيارەت قىلماق؛ كۆكرەكنىڭ يۇقىرى قىسمى.

**«جَاءَ الزَّوْرُ إِلَى بَيْتِنَا»:** زىيارەتچىلەر ئۆيىمىزگە كەلدى.

**آلَامُ الزَّوْرِ:** كۆكرەكنىڭ يۇقىرى قىسمىنىڭ ئاغرىشى.

**زُورٌ:** يالغان، ساختا، بوھتان، ئويدۇرۇلغان، يالغان گۇۋاھلىق.

**«وَاجْتَنِبُوا قَوْلَ الزُّورِ» «قرآن»:** يالغان گۇۋاھلىق بېرىشتىن ساقلىنىڭلار.

**شَاهِدُ الزُّورِ:** يالغان گۇۋاھچى.

**اَلزَّوْرَاءُ:** باغداد شەھىرى.

**اَلزَّوْرَاءُ ج زُورٌ وَ زَوْرَاتٌ:** ئەگرى، قىڭغىر؛ يىراق.

**كَلِمَةٌ زَوْرَاءُ:** قىڭغىر سۆز، ئەگرى سۆز.

**مَنَارَةٌ زَوْرَاءُ:** قىڭغىر مۇنار.

**أَرْضٌ زَوْرَاءُ:** يىراق يەر.

**زَوْرَةٌ:** بىر قېتىملىق زىيارەت.

**زَوْرَقٌ ج زَوَارِقُ:** قولۋاق، كېمە، قېيىق.

**زَوْرَقٌ بُخَارِيٌّ:** ماتورلۇق قولۋاق، ماتورلۇق قېيىق.

**زَوْرَقٌ شِرَاعِيٌّ:** كىچىك يەلكەنلىك كېمە.

**زَوْرَقُ النَّجَاةِ:** قۇتقۇزۇش قېيىقى.

**زَوْرَقُ الطُّورْبِيَّةِ:** تورپېدا قېيىقى.

**زَوْرَقُ صَيْدٍ:** بېلىقچىلار كېمىسى.

**زَوْعَةٌ ج زَوْعٌ:** يالپاق، تىلىم (قوغۇن قاتارلىقلارنىڭ)؛ كىشىلەر گۇرۇھى؛ بىر چاڭگال گۆش؛ بىر پارچە ئۈسۈملۈك.

**زَوَغٌ:** دۆ، ئۆمۈچۈك.

**زَوْقُ الطَّائِرِ:** قۇشنىڭ قانات قېقىشى.

**زُوفَاءُ:** لىپەك گۈل.

**زُوفَى:** لىپەك گۈل.

**زَوْكٌ ج أَزْوَاكٌ:** قاغىنىڭ مېڭىشى.

**زَوْلٌ ج أَزْوَالٌ:** ئىنسان؛ چاققان، تېتىك؛ خۇش چاقچاق يىگىت؛ چۈش؛ ئەرۋاھ؛ قەھرىمان؛ چېچەن.

**«تَرَاءَى لَهُ فِي اللَّيْلِ زَوْلٌ»:** كېچىدە ئۇنىڭغا ئەرۋاھ كۆرۈندى.

**هَذَا زَوْلٌ مِنَ الْأَزْوَالِ:** ئاجايىپ - غارايىپ.

**زَوْلَعٌ:** تاپىنى يېرىق.

**زُومٌ:** مېۋە شەربىتى، مېۋە شىرنىسى.

**زَوْمَحٌ:** ناكەس، پىخسىق؛ قولاقكەستى؛ ئاجىز پاكىنەك، قارا كۆرۈمسىز.

**زُوَّادَةٌ:** ئوزۇق، ئوزۇق - تۈلۈك، يەم - خەشەك.

**زُوَّارٌ:** زىيارەتچىلەر.

**زَوَّاغٌ:** ئۆزىنى چەتكە ئالغۇچى، سەۋەب كۆرسەتكۈچى.

**زَوَّجَ يُزَوِّجُ تَزْوِيجًا ـ ه الْمَرْأَةَ:** ئۇنىڭغا خوتۇن ئېلىپ بەردى، ئۇنى ئۆيلەپ قويدى.

**زَوَّجَ الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ وَ إِلَيْهِ:** نەرسىنى نەرسىگە جۈپلەپ قويدى، سەپلەپ قويدى.

**زَوَّجَ الْبَقَرَ لِلْحَرْثِ:** يەر ھەيدەش ئۈچۈن قوشقا كالىنى جۈپلىدى.

**زَوَّدَ يُزَوِّدُ تَزْوِيدًا ـ ه:** ئۇنىڭغا ئوزۇق - تۈلۈك بەردى، ئوزۇقلۇق ئاتا قىلدى.

**زَوَّدَهُ بِكَذَا:** ئۇنى تەمىنلىدى، ئوزۇق - تۈلۈك بەردى، ئوزۇقلاندۇردى، ... تەييارلىدى، ئۇنى بىھاجەت قىلدى.

**«زَوَّدَ الْمَصْنَعَ بِالْآلَاتِ الْعَصْرِيَّةِ»:** زاۋۇتنى زامانىۋى ئۈسكۈنىلەر بىلەن تەمىنلىدى.

**«زَوَّدَ الْمُسَافِرَ بِمَاءٍ وَ تَمْرٍ»:** يولۇچىغا سۇ ۋە خورما بەردى.

**يُزَوِّدُ الْمَاءُ الْحُقُولَ بِالْحَيَاةِ:** سۇ ئېتىزلارنى

هاياتلىق بىلەن تەمىن ئېتىدۇ.

**«يُزَوِّدُ الْفَلَّاحُونَ سُكَّانَ الْمُدُنِ بِالْخَضْرَاوَاتِ»**: دېھقانلار شەھەر ئاھالىلىرىنى كۆكتات بىلەن تەمىنلەيدۇ.

**زَوَّرَ يُزَوِّرُ تَزْوِيرًا الشَّيْءَ**: ساختىلاشتۇردى، ئويدۇرۇپ چىقاردى، تەقلىد قىلىپ ياسىدى.

**زَوَّرَ الشَّهَادَةَ**: گۇۋاھلىقنى بىكار قىلدى.

**زَوَّرَ عَلَيْهِ**: ئۇنىڭغا يالغاننى چاپلىدى.

**زَوَّرَهُ الْمَكَانَ**: ئۇنى زىيارەت قىلدۇردى.

**زَوَّرَ إِرَادَةَ الشَّعْبِ**: خەلقنىڭ ئىرادىسىنى زورلۇق بىلەن بويسۇندۇردى.

**زَوَّرَ الْكَلَامَ**: يالغان ئېيتتى، يالغان سۆزلىدى.

**«زَوَّرَ تَلَامِيذَهُ الْمُتَحَفَ»**: شاگىرتلىرىنى موزېينى ئېكسكۇرسىيە قىلدۇردى.

**«هُوَ مِمَّنْ يُزَوِّرُونَ الْوَثَائِقَ»**: ئۇ ساختا ھۆججەت ياسايدۇ.

**«زَوَّرَ الشَّاهِدُ مَا وَقَعَ فِي الْحَادِثِ»**: ۋەقەدە يۈز بەرگەن ئىشلارنى گۇۋاھچى يالغان ئېيتتى.

**«زَوَّرَ الْقَاضِي شَهَادَتَهُ»**: ئۇنىڭ گۇۋاھلىقىنى سوتچى يالغانغا چىقاردى.

**زَوَّغَ يُزَوِّغُ تَزْوِيغًا**: ئۆزىنى قاچۇردى، ئاغدى، باش تارتتى، قىيسايدى.

**زَوَّغَ مِنَ الْمُحَاضَرَةِ**: لېكسىيىدىن باش تارتتى.

**زَوَّقَ يُزَوِّقُ تَزْوِيقًا الْكَلَامَ**: سۆزنى بېزىدى، زىننەتلىدى، ياسىدى، تۈزەتتى.

**زَوَّقَ الْكِتَابَ**: كىتابنى بېزىدى.

**زَوَّقَ الْجِدَارَ**: تامنى بېزىدى، زىننەتلىدى.

**«زَوَّقَ مِحْرَابَ الْمَسْجِدِ»**: مەسچىتنىڭ مېھرابىغا نەقىش ئويدى.

**زَوَّلَ يُزَوِّلُ تَزْوِيلًا الشَّيْءَ**: يىراقلاشتۇردى، نېرى قىلدى.

**«زَوَّلَهُ مِنَ الشَّرِكَةِ»**: شىركەتتىن ئۇنى چەتلەشتۇردى.

**زَوَّمَ يُزَوِّمُ تَزْوِيمًا**: شەيتانلىق قىلدى، ھىيلىگەرلىك قىلدى، مۇغەمبەرلىك قىلدى.

**زَوَّى يُزَوِّي تَزْوِيَةً**: يوشۇرۇندى، ئۆزىنى دالدىغا ئالدى.

**زَوَّى وَجْهَهُ**: غەم باستى، چىرايى تۈتۈلدى.

**زَوَى يَزْوِي زَيًّا السِّرَّ عَنْهُ**: مەخپىي تۇتتى، سىرنى يوشۇردى.

**زَوَى مَا بَيْنَ عَيْنَيْهِ**: يۈزىنى پۈرۈشتۈردى، قوشۇمىسىنى تۈرۈۋالدى.

**زَوَى عَنْهُ حَقَّهُ**: ھەققىنى بەرمىدى، ھەققىنى بېرىشتىن باش تارتتى.

**«زَوَى عَنِ الْيَتِيمِ التَّصَرُّفَ فِي مُلْكِهِ»**: يېتىمنى ئۆز مال - مۈلكىنى باشقۇرۇشتىن چەكلىدى.

**زِيَادَةٌ ج زِيَادَاتٌ**: زىيادە بولماق، ئارتماق، كۆپەيمەك، زىيادە ئۆرلىمەك، ئاشماق.

**زِيَادَةٌ حِسَابِيَّةٌ**: ئارىفمېتىكىلىق پروگرېسسىيە.

**زِيَادَةٌ سَابِقَةٌ**: سۆز ئالدى قوشۇمچىسى.

**زِيَادَةٌ وَسْطِيَّةٌ**: سۆز ئوتتۇرىدا كېلىدىغان قوشۇمچە.

**زِيَادَةٌ لَاحِقَةٌ**: سۆز ئاخىرىدا كېلىدىغان قوشۇمچە.

**زِيَادَةٌ عَلَى ذَلِكَ**: ئۇنىڭدىن باشقا، يەنە قوشقاندا، ئۇنىڭ ئۈستىگە.

**زِيَادَةٌ عَنْ**: ... دىن ئارتۇق، ... دىن ئوشۇق.

**بِالزِّيَادَةِ**: ئارتۇقچە، بەكمۇ، تولىمۇ.

**اَلزِّيَادَةُ فِي الْأُجُورِ**: ئىش ھەققىنىڭ ئۆسۈشى.

**زِيَادَةٌ فِي الْإِيضَاحِ**: تېخىمۇ روشەن، تولىمۇ روشەن.

**زِيَادَةُ الْإِنْتَاجِ**: ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئېشىشى.

**زِيَادَةُ الْمَوَالِيدِ**: تۇغۇت نىسبىتىنىڭ ئېشىشى.

**زِيَادَةُ قِيمَةِ السَّيَّارَاتِ**: ئاپتوموبىل باھاسىنىڭ ئۆسۈشى.

**طَلَبُ الزِّيَادَةِ**: كۆپرەك تەلەپ قىلماق.

**زِيَارٌ**: يۈگەن؛ چالغۇ ئەسۋابلارنىڭ ئىنچىكە تارىسى؛ ئادەت، قائىدە؛ زىخىر.

**زِيَارَةٌ**: زىيارەت قىلماق، ئېكسكۇرسىيە قىلماق، يوقلىماق، زىيارەت.

**زِيَارَةُ الْأَمَاكِنِ الْمُقَدَّسَةِ**: مۇقەددەس جايلارنى زىيارەت قىلماق.

زِيَارَةُ الْأَصْدِقَاءِ: دوستلارنى يوقلىماق.

زِيَارَةُ الْمَرْضَى: كېسەللەرنى يوقلىماق.

زِيَاطٌ: ۋاراڭ ـ چۇرۇڭ، ۋارقىراش ـ جارقىراش ۋاڭ ـ چۇڭ.

زِيَاطُ الْمُتَجَمِّعِينَ فِي الشَّارِعِ: كوچىدا ئولىشىۋالغانلارنىڭ ۋاراڭ ـ چۇرۇڭى.

زِيَانٌ: چىرايلىق، گۈزەل.

قَمَرٌ زَيَانٌ: چىرايلىق ئاي.

زِئْبَقٌ: سىماپ.

زَيْتٌ ج زُيُوتٌ: ماي، ياغ (ھايۋانات، ئۆسۈملۈك ۋە مەدەنلەردىن چىققان مايلارنىڭ ھەممىسىگە ئىشلىتىلىدۇ).

زَيْتُ الْبِتْرُولِ: نېفىت.

زَيْتُ الْحَجَرِ أَوْ زَيْتُ الصَّخْرَةِ: نېفىت.

زَيْتُ الزَّيْتُونِ: زەيتۇن يېغى.

زَيْتُ الْحُوتِ: بېلىق يېغى.

زَيْتُ بَذْرِ الْقُطْنِ: چىگىت يېغى.

زَيْتُ بُذُورِ الْخَرْدَلِ: قىچا يېغى.

زَيْتُ بُذُورِ الْقِنَّبِ الْهِنْدِيِّ: كەندىر يېغى.

زَيْتٌ حَارٌّ: زىغىر يېغى.

اَلزَّيْتُ الْحُلْوُ: زەپە يېغى.

زَيْتُ الْحَمَضِيَّاتِ: ئېسسېنتسول مېيى، خۇش پۇراق ماي.

زَيْتُ السِّمْسِمِ: كۈنجۈت يېغى.

زَيْتُ الشَّلْجَمِ: قىچا يېغى.

زَيْتُ فُولِ السُّودَانِي: خاسىڭ يېغى.

زَيْتُ الْقِرْفَةِ: دارچىن يېغى.

زَيْتُ قَصَبِ الطِّيبِ: ئىگىر يېغى.

زَيْتُ فُولِ الصُّويَا: پۇرچاق يېغى.

زَيْتُ اللَّيْمُونِ: لىمون يېغى.

زَيْتُ الْيَانْسُونِ: بەديان يېغى.

زَيْتٌ مَعْدَنِيٌّ: مىنېرال ماي.

زَيْتٌ خَامٌ: خام نېفىت، تازىلانمىغان نېفىت.

زَيْتُ الطَّيَّارِ: بېنزىن.

زَيْتُ الْغَازِ: كېروسىن.

زُيُوتٌ وَ شُحُومٌ: سۇماي ۋە ھايۋانات مېيى.

زُيُوتٌ نَبَاتِيَّةٌ: ئۆسۈملۈك يېغى.

زَيْتُونٌ: زەيتۇن دەرىخى.

«فَأَنْبَتْنَا فِيهَا حَبًّا وَ عِنَبًا وَ قَضْبًا وَ زَيْتُونًا وَ نَخْلًا وَ حَدَائِقَ غُلْبًا وَ فَاكِهَةً وَأَبًّا مَتَاعًا لَكُمْ وَلِأَنْعَامِكُمْ» «قرآن»: سىلەرنىڭ ۋە ھايۋانلارنىڭ مەنپەئەتلىنىشى ئۈچۈن، زېمىندا ئاشلىقلارنى، ئۈزۈمنى، ئوتياشلارنى، زەيتۇننى، خورمىنى، دەرەخلىرى قويۇق باغچىلارنى، تۈرلۈك مېۋىلەرنى، ئوت ـ چۆپلەرنى ئۆستۈردۇق.

جَبَلُ الزَّيْتُونِ: زەيتۇن تېغى (قۇددۇس شەرىپتىكى بىر تاغ).

زَيْتُونَةٌ: زەيتۇن دەرىخى.

«يُوقَدُ مِنْ شَجَرَةٍ مُبَارَكَةٍ زَيْتُونَةٍ لَا شَرْقِيَّةٍ وَ لَا غَرْبِيَّةٍ» «قرآن»: چىراغ مۇبارەك زەيتۇن دەرىخىنىڭ يېغى بىلەن يورۇتۇلغان، ئۇ شەرق تەرەپتىمۇ ئەمەس، غەرب تەرەپتىمۇ ئەمەس.

جَامِعَةُالزَّيْتُونِ: زەيتۇن ئۇنىۋېرسىتېتى (تۇنىستا).

زَيْتُونِيٌّ ج زَيْتُونِيُّونَ: زەيتۇنغا تەۋە، زەيتۇن رەڭلىك؛ تۇنىستىكى زەيتۇن ئۇنىۋېرسىتېتىنى پۈتتۈرگەن ئوقۇغۇچىغا قارىتىلىدۇ.

«قَارُورَةٌ زَيْتُونِيَّةُ اللَّوْنِ»: زەيتۇن رەڭلىك شىشە.

زَيْتِيٌّ: مايلىق، ياغلىق.

أَخْضَرُ زَيْتِيٌّ: توق يېشىل، ئىسلىق يېشىل، پارقىراق.

نَبَاتٌ زَيْتِيٌّ: مايلىق ئۆسۈملۈك.

زُجَاجٌ زَيْتِيُّ اللَّوْنِ: زەيتۇن رەڭلىك ئەينەك.

صُورَةٌ زَيْتِيَّةٌ: ماي بوياق رەسىم.

زَيْتِيَّاتٌ: نېفىت ئىشلەپچىقىرىش كارخانىسى.

زِيجٌ ج أَزْيَاجٌ و زِيجَةٌ و زِيجَاتٌ: تامچىنىڭ تامغا تارتىدىغان تانىسى؛ ئاسماندىكى يۇلتۇزلارنىڭ ھەرىكەتلىنىش ئەھۋالىنى چۈشەندۈرىدىغان كىتاب؛ جەدۋەل، سترونومىيىلىك كالېندار.

زِيجَةٌ ج زِيجَاتٌ: نىكاھلانماق، توي قىلماق، جۈپلەشمەك.

«اِنْخَفَضَ مَعْدَلُ الزِّيجَاتِ فِي السَّنَوَاتِ الْأَخِيرَةِ»: كېيىنكى يىللاردا نىكاھلىنىش نىسبىتى تۆۋەنلەپ كەتتى.

زِيخٌ ج أَزْيَاخٌ: پارچە، ئۇۋاق.

اَلزَّيْدِيَّةُ: شىئە مەزھىپىنىڭ بىر تارمىقى.

زِيرٌ ج أَزْيَارٌ وَ زِيرَةٌ وَ أَزْوَارٌ: چالغۇ ئەسۋاب، ئۇدنىڭ ئاۋازى؛ ئادەت، يوسۇن، قائىدە؛ ئاياللارغا ئامراق ئادەم؛ كۆپ.

زِيرُ مَاءٍ أَوْ تَمْرٍ: سۇ ياكى خورما كۆپى.

زِيرٌ ج أَزْيَارٌ و زِيرَةٌ: چېلەك، تۇلۇڭ، ئىدىش، كۆپ، سوغا؛ قورۇق سۆلەت بەگزادە؛ خوتۇنلار بىلەن پاراڭلىشىشقا ئامراق ئادەم.

زِيزٌ ج زِيزَانٌ: تومۇزغا.

زِيزَاءُ: تۆپىلىك، دۆڭ؛ پەي.

زَيْزَفُونٌ: پىكوس دەرىخى.

«كَالزَّيْزَفُونِ يُزْهِرُ وَ لَا يُثْمِرُ»: ئېغىزدا بار، ئەمەلدە يوق.

زَيْزِيٌّ: تۆپىلىك، دۆڭ؛ پەي.

زَيْطَةٌ: سۆزكۆچ؛ ۋاڭ ـ چۇڭ، غەۋغا.

زَيْغٌ. زَيْغَانٌ: ھالقىپ ئۆتمەك، ئاشماق، ئايرىلماق، ئاغماق، توغرا يولدىن چەتنەپ كەتمەك، قىڭغىر يولغا كىرىپ قالماق.

«فَأَمَّا الَّذِينَ فِي قُلُوبِهِمْ زَيْغٌ فَيَتَّبِعُونَ مَا تَشَابَهَ مِنْهُ» «قرآن»: دىللىرىدا ئەگرىلىك بار (يەنى گۇمراھلىقتا مايىل) كىشىلەر مۇتەشابىھ ئايەتلەرگە ئەگىشىدۇ.

زِيغُ الْبَعْدِ: يىراق بولغانلىقى ئۈچۈن جىسىملارنى روشەن كۆرەلمەسلىك.

زِيفٌ ج زُيُوفٌ: ساختا، يالغان، ئويدۇرۇلغان، جا.

دِرْهَمٌ زَيْفٌ: ساختا پۇل، جا پۇل، يالغان پۇل.

زِيقُ الثَّوْبِ ج أَزْيَاقٌ: ياقا.

زِيقُ الْبَنَّاءِ: تامچىلىقتا ئىشلىتىلىدىغان شىيتان (تەكشىلىكنى ئۆلچەيدىغان ئەسۋاب).

زِيمَةٌ ج زِيَمٌ: تۆگە پادىسى، تۆگە توپى، بىر توپ تۆگە (ئەڭ ئاز بولغاندا 2 ـ 3 نى، ئەڭ كۆپ بولغاندا 51 تۆگىنى بىلدۈرىدۇ).

زَيْنٌ ج أَزْيَانٌ: چىرايلىق، زىننەتلەنگەن، گۈزەل، بېزەلگەن، كۆركەم؛ شان ـ شەرەپ، پەخىر، شۆھرەت، شەرەپ.

زَيْنُ الدِّيكِ: خوراز تاجىسى.

اَلْمَالُ زَيْنٌ: مال زىننەتتۇر.

اَلْأَوْلَادُ زَيْنٌ: باللار زىننەتتۇر.

اِمْرَأَةٌ زَيْنٌ: چىرايلىق ئايال.

زِينَةٌ ج زِيَنٌ: زىننەت بۇيۇملىرى، زىننەت، بېزەك.

«زِينَةُ الْأَرْضِ بِالْعُلَمَاءِ وَالْكَوَاكِبُ زِينَةُ السَّمَاءِ»: زېمىننىڭ زىننىتى ئالىملار بىلەن، ئاسماننىڭ زىننىتى يۇلتۇزلار بىلەندۇر.

زِينَةُ الْوَجْهِ: ئوپا ـ ئەڭلىك.

أَشْجَارُ الزِّينَةِ: زىننەت دەرەخلىرى.

خِوَانُ الزِّينَةِ: گىرىم ئۈستىلى، زىننەت بۇيۇملىرى ئۈستىلى.

غُرْفَةُ الزِّينَةِ: گىرىم ئۆيى، گىرىمخانا؛ كىيىم يۆتكەيدىغان ئۆي.

يَوْمُ الزِّينَةِ: ھېيت كۈنى.

زِيٌّ ج أَزْيَاءٌ: مودا، شەكىل، پاسون، كىيىم، فورما.

«لَبِسَ الزِّيَّ التَّقْلِيدِيَّ بِمُنَاسَبَةِ الْعِيدِ»: ھېيت مۇناسىۋىتى بىلەن ئەنئەنىۋى كىيىمنى كىيدى.

«أَقْبَلَ بِزِيِّ السَّلَاطِينِ»: سۇلتانلار قىياپىتىدە چىقىپ كەلدى.

عَلَى زِيٍّ الْجَدِيدِ: يېڭى شەكىل، يېڭىچە.

زَيَّاتٌ: ياغچى، ياغ ساتقۇچى، ماي ئىشلەپچىقارغۇچى.

«مَازَالَ فُلَانٌ يَشْتَغِلُ زَيَّاتًا عَلَى الطَّرِيقِ التَّقْلِيدِيَّةِ»: پالانى يەنىلا ئەنئەنىۋى ئۇسۇل

بويىچە ياغ ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىۋاتىدۇ.

**«هُوَمِنْ كِبَارِ الزَّيَّاتِينَ فِي الْعَاصِمَةِ»**: ئۇ پايتەختتىكى چوڭ ماي سودىگىرى ھېسابلىنىدۇ.

**زَيَّاقٌ**: ھاكاۋۇر، مۇتەكەببىر، چوڭچى؛ يولۋاس.

**زَيَّاطٌ**: ۋارقىرىغۇچى، ۋارقىراپ چاقىرغۇچى، ۋالىـ چۇڭ كۆتۈرگۈچى، جېدەلخور.

**زَيَّتَ يُزَيِّتُ تَزْيِيتًا الطَّعَامَ**: تاماققا ماي قويدى، ماي قوشتى.

**زَيَّتَ الْآلَةَ**: سايماننى مايلىدى، ماي قويدى.

**زَيَّتَ السِّرَاجَ**: چىراغقا ماي قويدى.

**«زَيَّتَ عَجَلَاتِ سَيَّارَتِهِ»**: ماشىنىسىنىڭ چاقىنى مايلىدى.

**زَيَّتَتِ الْقِدْرَ**: قازاننى مايلىدى.

**زَيَّدَ يُزَيِّدُ تَزْيِيدًا الشَّيْءَ**: نەرسىنى ئاشۇردى، ئۆستۈردى، كۆپەيتتى.

**«زَيَّدَ رَأْسَمَالَهُ»**: دەسمايىسىنى كۆپەيتتى.

**زَيَّطَ يُزَيِّطُ تَزْيِيطًا**: ۋالىـ چۇڭ كۆتۈرۈشتى، ۋارقىراپ ـ جارقىراشتى، ۋاراڭ ـ چۇرۇڭ قىلىشتى.

**زَيَّغَ يُزَيِّغُ تَزْيِيغًا ـ هُ**: ئۇنى ئازدۇردى، ئاداشتۇردى.

**زَيَّغَهُ**: تۇزلىدى، ئەگرىلىكتىن تۈزلىدى.

**زَيَّغَهُ الشَّيْطَانُ**: ئۇنى شەيتان ئازدۇردى.

**زَيَّفَ يُزَيِّفُ تَزْيِيفًا الدَّرَاهِيمَ**: ساختا پۇل ياسىدى، يالغان پۇل چىقاردى.

**زَيَّفَ رَأْيَهُ أَوْ قَوْلَهُ**: پىكرىنىڭ ياكى سۆزىنىڭ يالغان تەرىپىنى ئاشكارىلاپ يالغانغا چىقاردى.

**زَيَّقَ يُزَيِّقُ تَزْيِيقًا الْبَابَ**: ئىشىك قىچىرلىدى.

**زَيَّقَ الثَّوْبَ**: كىيىمگە ياقا تۇتتى.

**زَيَّنَ يُزَيِّنُ تَزْيِينًا**: ھەل بەردى، بېزىدى.

**زَيَّنَ الشَّيْءَ**: نەرسىنى گۈزەللەشتۈردى.

**زَيَّنَهُ**: ئۇنى چىرايلىق كۆرسەتتى.

**زَيَّنَ بِالْأَنْوَارِ**: چىراغلار بىلەن بېزىدى.

**زَيَّنَ لَهُ**: ئۇنىڭغا چىرايلىق كۆرسەتتى.

**«وَزَيَّنَ لَهُمُ الشَّيْطَانُ مَا كَانُوا يَعْمَلُونَ» «قۇرئان»**: شەيتان ئۇلارغا قىلمىشلىرىنى چىرايلىق كۆرسەتتى.

**زَيَّنَ لَهُمُ الْحَيَاةَ**: ئۇلارغا ھاياتنى چىرايلىق كۆرسەتتى.

**«زَيَّنَ الرَّسَّامُ الصُّورَةَ»**: رەسسام رەسىمنى بېزىدى.

# س

«س» : ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ 12 ـ ھەرپى بولۇپ، ئەبجەد ھېسابىدا «60» نى بىلدۈرىدۇ.

**سَاءَ يَسُوءُ سَوَاءً الشَّيْءُ:** يامان بولدى، قەبىھ بولدى، يامانلاشتى، سەتلەشتى، قەبىھلەشتى.

**«ساءَتِ الْعَلاَقَاتُ» :** مۇناسىۋەت يامانلاشتى.

**سَاءَتْ صِحَّتُهُ:** سالامەتلىكى يامانلاشتى.

**سَاءَ طَالِعُهُ:** بەختى قارا بولدى، تەلىيى كەلمەدى، ئامىتى قاچتى.

**«مَرَضُه شَدِيدٌ فَمَاذَا سَنَعْمَلُ إِذَا سَاءَتْ حَالَتُهُ أَكْثَرَ؟» :** ئۇنىڭ كېسىلى ئېغىر، يەنىمۇ ئېغىرلىشىپ كەتسە قانداق قىلارمىز؟

**سَاءَ مَايَفْعَلُ:** قىلمىشى نېمىدېگەن يامان.

**«وَأَمْطَرْنَا عَلَيْهِمْمَطَرً افَسَاءَ مَطَرُ الْمُنْظَرِيْنَ»**

«قرآن» : ئۇلارنىڭ ئۈستىگە بىز يامغۇر (يەنى تاش) ياغدۇردۇق، ئاگاھلاندۇرۇلغۇچىلارغا ياغدۇرۇلغان يامغۇر نېمىدېگەن يامان!

**سَاءَ يَسُوءُ سَوْءً وَسَوَاءَةً وسَوَايَةً الْخَبَرُ فُلاَنًا:** (خەۋەر) ئەنسىرەتتى، (خەۋەر) قايغۇغا سالدى، (خەۋەر) تەشۋىشلەندۈردى.

**سَاءَ الْأَمْرُ فُلاَنًا:** ئەھۋال پالانىنى خاپا قىلدى، پالانىنى قايغۇغا سالدى.

**«إِنْ تُصِبْكَ حَسَنَةٌ تَسُؤْهُمْ» «قرآن» :** ئەگەر سەن بىرەر ياخشىلىققا ئېرىشسەڭ، ئۇلارنىڭ كۆڭلى يېرىم بولىدۇ.

**سَاءَ بِهِ ظَنًّا:** ئۇنىڭدىن گۇمانلاندى، ئۇنىڭغا ئىشەنمىدى.

**سَاءَلَ يُسَائِلُ مُسَاءَلَةً:** سورىدى، سۈرۈشتۈردى.

**سَابَ يَسِيبُ سَيْبًا وَ سَيَبَانًا:** بېشى قايغان، پۈتى تايغان يەرگە كەتتى، خالىغان جايغا كەتتى.

**سَابَ الْمَاءُ:** سۇ ئاقتى.

**سَابَ الرَّجُلُ:** تېز ماڭدى.

**سَابَ فِي كَلاَمِهِ:** كەلسە ـ كەلمەس سۆزلەۋەردى.

**سَابَتِ الْحَيَّةُ:** يىلان تۆشۈكىدىن چىقتى.

**«لاَحَظَ الْمُدِيرُ أَنَّ بَعْضَ الْمُوَظَّفِينَ يَسِيبُونَ خِلاَلَ غِيَابِهِ» :** مۇدىر ئۆزىنىڭ خىزمەتكە كەلمىگەن چاغلىرىدا بەزى خادىملارنىڭ خالىغان جايغا كېتىۋېلىشىدىغانلىقىنى بايقىدى.

**سَابَاطٌ ج سَوَابِيطُ:** كارىدور، ئايۋان.

**سَابَّ يُسَابُّ مُسَابَّةً و سِبَابًا:** تىللاشتى.

**سَابَّةٌ:** كۆرسەتكۈچ بارماق، بىگىز قول.

**سَابِحٌ ج سَابِحُونَ م سَابِحَةٌ ج سَابِحَاتٌ وَ سَوَابِحُ:** سۇ ئۈزگۈچى.

**فَرَسٌ سَابِحٌ:** يۈگۈرۈك ئات.

**سَابِحَاتٌ:** تەسبىھ ئېيتقۇچى ئاياللار؛ كېمىلەر، پاراخوتلار؛ پەرىشتىلەر؛ يۇلتۇزلار.

**سَابِعٌ:** يەتتىنچى.

**سَابِعُ سِتَّةٍ:** ئالتىگە قوشۇلغان يەتتىنچى.

**سَابِعُ سَبْعَةٍ:** يەتتىنىڭ يەتتىنچىسى.

**سَابِعَ عَشَرَ:** ئون يەتتىنچى.

**سَابِعَةَ عَشَرَةَ:** ئون يەتتىنچى.

**«عَقَدْنَا سِتَّةَ الْاِجْتِمَاعَاتِ وَسَنَعْقِدُ الْاِجْتِمَاعَ السَّابِعَ غَدًا» :** ئالتە قېتىم يىغىن ئۆتكۈزدۇق، يەتتىنچى قېتىملىق يىغىننى ئەتە ئاچماقچىمىز.

**فِي الْيَومِ السَّابِعِ عَشَرَ مِنَ الشَّهْرِ الْجَارِي» :** مۇشۇ ئاينىڭ 17 ـ كۈنىدە.

**سَابِغٌ:** تولۇق، يېتەرلىك، كەڭرى؛ ئۇزۇن؛ مۇكەممەل.

**ذَنَبٌ سَابِغٌ:** ئۇزۇن قۇيرۇق.

**سَابِغَةٌ ج سَابِغَاتٌ و سَوَابِغُ:** كەڭ تۆمۈر كىيىم، مۇكەممەل ساۋۇت، قاتتىق يامغۇر، قارا يامغۇر.

**«أَنِ اعْمَلْ سَابِغَاتٍ وَقَدِّرْ فِي السَّرْدِ» «قرآن»:** مۇكەممەل ساۋۇتلارنى ياسىغىن، ساۋۇتلارنى ياساشتا (ھالقىلىرىنى بىر ـ بىرىگە) تەكشى قىلغىن.

**سَابَقَ يُسَابِقُ مُسَابَقَةً إِلَى الشَّيْءِ:** ئالدىرىدى، تېز بولدى.

**سَابَقَهُ:** مۇسابىقىلەشتى، بەسلەشتى.

**«سَابَقْتُهُ فَسَبَقَنِي»:** مەن ئۇنىڭ بىلەن مۇسابىقىلەشكەن ئىدىم، ئۇ مېنى يېڭىپ قويدى.

**«سَابِقُوا إِلَى مَغْفِرَةٍ مِنْ رَبِّكُمْ» «قرآن»:** پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ مەغپىرىتىنى قولغا كەلتۈرۈڭلار.

**سَابِقٌ ج سَوَابِقُ:** بەيگە ئېتىنىڭ ئۆزۈپ چىققىنى، بىرىنچى بولغىنى.

**سَابِقٌ ج سُبَّاقٌ وَ سَابِقُونَ:** ئىلگىرىكىلەر، ئەجداتلار، ئالدىدا ماڭغانلار.

**«وَمِنْهُمْ سَابِقٌ بِالْخَيْرَاتِ بِإِذْنِ اللّٰهِ» «قرآن»:** ۋە بەزىسى ئاللاھنىڭ ئىزنى بويىچە ئىشلارنى قىلىشقا ئالدىرىغۇچىدۇر.

**«وَالسَّابِقُونَ السَّابِقُونَ أُولَئِكَ الْمُقَرَّبُونَ» «قرآن»:** (ئۇچىنچى بىرقە ياخشى ئىشلارنى) ئەڭ ئالدىدا قىلغۇچىلار بولۇپ (ئۇلار جەننەتكە) ئەڭ ئالدىدا كىرگۈچىلەردۇر. ئۇلار ئاللاھقا يېقىن بولغۇچىلاردۇر.

**«فَازَ السَّابِقُ بِالْجَائِزَةِ»:** ئۇتۇپ چىققۇچى مۇكاپاتقا ئېرىشتى.

**فِي السَّابِقِ:** ئۆتكەندە، ئۆتمەشتە.

**كَسَابِقِ عَادَتِهِ:** ئادىتى بويىچە، ئادىتىگە ئوخشاش.

**اَلْوَزِيرُ السَّابِقُ:** سابىق مىنىستىر، سابىق ۋەزىر.

**اَلْأُسْبُوعُ السَّابِقُ:** ئۆتكەن ھەپتە.

**سَابِقٌ لِأَوَانِهِ:** ۋاقتىدىن بۇرۇن، تېخى ۋاقتى كەلمىدى.

**سَابِقًا:** بۇرۇن، ئىلگىرى، ئالدىدا.

**سَابِقًا و لَاحِقًا:** ئالدى ـ كەينى، ئۆتمۈش ۋە كېيىن، ئىلگىرى ـ كېيىن.

**سَابِقَةٌ ج سَابِقَاتٌ و سَوَابِقُ:** ئىلگىرى، ئالدىدا؛ ئالدىدا يېتىپ بارغان ئات، مۇكاپاتقا ئېرىشكەن ئات؛ ئۈلگە؛ ئۆرنەك، جىنايەتچىگە ئارتىلغان جىنايەت.

**لَهُ سَابِقَةٌ مِنْ نَوْعِهِ:** ئالدىدا ئوخشىشى بار.

**«لِهَذَا الْمُجْرِمِ سَوَابِقُ كَثِيرَةٌ»:** بۇ جىنايەتچىنىڭ نۇرغۇن جىنايەتلىرى بار.

**سَابِلٌ ج سَوَابِلُ:** مېڭىلغان يول.

**سَابِلَةٌ ج سَوَابِلُ:** يولدىن ئۆتكۈچى، يولۇچى، مېڭىلغان يول.

**طَرِيقٌ سَابِلَةٌ:** مېڭىلغان يول، ئادەم ماڭىدىغان يول.

**«لَا تَسْمَحُوا لِأَوْلَادِكُمْ بِاللَّعِبِ فِي السَّابِلَةِ»:** بالىلىرىڭلارنى ئادەم ئۆتىدىغان يولدا ئويناشقا يول قويماڭلار.

**«كَانَ اللُّصُوصُ يَقْطَعُونَ الطُّرُقَ وَيَسْبَلُونَ السَّابِلَةَ أَمْوَالَهُمْ»:** ئوغرىلار يولنى توسايتتى ۋە يولۇچىلارنىڭ ماللىرىنى بۇلايتتى.

**سَابُورَةٌ:** خورما ياپرىقىدىن توقۇلغان سېۋەت.

**سَاتٌّ:** ئالتىنچى، ئالتىنچى نومۇر.

**سَاتَرَ يُسَاتِرُ مُسَاتَرَةً الْعَدَاوَةَ:** دۈشمەنلىكنى سىر تۇتتى.

**سَاتِرٌ ج سَوَاتِرُ:** دەر پەردە، توساق.

**سَاجَ يَسُوجُ سَوْجًا و سُوَاجًا وَسَوَجَانًا:** ئاستا ئالدى ـ كەينىگە مېڭىپ يۈردى، لاغايلاپ يۈردى.

**سَاجٌ ج سِيجَانٌ م سَاجَةٌ ج سَاجَاتٌ:** كاشتان دەرىخى؛ كەڭ خالات.

**سَاجِدٌ ج سَاجِدُونَ وَ سُجَّدٌ وَسُجُودٌ:** سەجدە قىلغۇچى، باش ئۇرغۇچى، خار، زەبۇن.

**«فَسَجَدُوا إِلَّا إِبْلِيسَ لَمْ يَكُنْ مِنَ السَّاجِدِينَ» «قرآن»:** ئىبلىستىن باشقىسى سەجدە قىلدى، ئۇ سەجدە قىلغۇچىلاردىن ئەمەس.

**سَاجِدَةٌ ج سَوَاجِدُ:** سەجدە قىلغۇچى ئايال؛ كۆڭلى سۇنۇق، خار، زەبۇن.

عَيْنٌ سَاجِدَةٌ: هارغىن كۆز.

نَخْلَةٌ سَاجِدَةٌ: دوڭغاق خورما (دەرىخى).

سَاجَرَ يُسَاجِرُ مُسَاجَرَةً: سەمىمىي بولدى، سادىق بولدى، ھەمراھ بولدى.

سَاجِرٌ: تولغۇچى، ئورۇنلاشتۇرغۇچى؛ كەلكۈن؛ كەلكۈن كېلىدىغان ساي.

سَاجِعَةٌ ج سَوَاجِعُ: مۇڭلۇق ئاۋازدا بوقۇرايدىغان تۆگە؛ سايرىغۇچى؛ بۇقۇلدىغۇچى كەپتەر.

سَاجَلَ يُسَاجِلُ مُسَاجَلَةً: رىقابەتلەشتى، بىرىنچى بولۇش ئۈچۈن كۆرەش قىلدى، بىرىنچىلىكنى تالاشتى.

سَاجَلَهُ فِي الشِّعْرِ: مۇشائىرە قىلدى، شېئىردا نەزمە يېزىش ئۈچۈن مۇسابىقىلەشتى.

سَاجُورٌ ج سَوَاجِيرُ: ئىتتىنىڭ بويىنىغا سېلىنىدىغان تۆمۈر ھالقا.

سَاجٍ م ساجِيَةٌ: جىمجىت؛ ئىللىق؛ تىنچ.

بَحْرٌ سَاجٍ: تىپتىنچ دېڭىز.

طَرْفٌ سَاجٍ: تالغان كۆز.

لَيْلَةٌ سَاجِيَةٌ: تىپتىنچ كېچە، جىمجىت كېچە.

سَاحَ يَسِيحُ سَيْحًا و سَيَاحَانًا الْمَاءُ: سۇ ئاقتى.

«ذَابَ الزُّبْدُ وَسَاحَ» : سېرىق ماي ئېرىدى ۋە ئاقتى.

سَاحَ الثَّلْجُ: قار ئېرىدى.

سَاحَ الظِّلُّ: سايە كۆچتى، سۈرۈلدى، يۆتكەلدى.

سَاحَ يَسِيحُ سَيَاحَةً الشَّخْصُ: ساياھەت قىلدى، سەيلە قىلدى، سەيلە ـ تاماشا قىلدى، كېزىپ يۈردى.

سَاحِبٌ: تارتقۇچى، سۆرىگۈچى.

سَاحِبَةٌ ج سَوَاحِبُ: يەر ئاغدۇرغۇچى تراكتور.

سَاحَةٌ ج سَاحٌ و سُوْحٌ و سَاحَاتٌ: قورۇ، سەينا، مەيدان، ھويلا؛ بوش يەر، بىكار يەر.

«فَإِذَا نَزَلَ بِسَاحَتِهِمْ فَسَاءَ صَبَاحُ الْمُنْذَرِيْنَ»

«قۇرئان» : ئازاب ئۇلارنىڭ ھويلىسىغا چۈشكەن چاغدا، ئاگاھلاندۇرۇلغۇچىلارنىڭ ئەتىگىنى نېمىدېگەن يامان!

«جَلَسْنَا فِي سَاحَةِ الدَّارِ» : بىز ھويلىنىڭ سەيناسىدا ئولتۇردۇق.

سَاحَةُ الْأَلْعَابِ الرِّيَاضِيَّةِ: تەنھەرىكەت مەيدانى، تەنھەرىكەت ياكى چېنىقىش مەيدانى.

سَاحَةُ الْقِتَالِ: ئۇرۇش مەيدانى، جەڭگاھ.

سَاحَةُ الْحَرْبِ: ئۇرۇش مەيدانى.

سَاحَةُ الْمَعْرَكَةِ: ئۇرۇش مەيدانى.

سَاحَةُ الْقَضَاءِ: سوت كوللېگىيىسى.

نَزَلَ بِسَاحَتِهِ: ئۇنىڭ قورۇسىغا چۈشتى.

بَرِئُ السَّاحَةِ: گۇناھسىز، بىگۇناھ.

بَرَّأَتِ الْمَحْكَمَةُ سَاحَتَهُ: سوت مەھكىمىسى ئۇنى گۇناھسىز دەپ ئېلان قىلدى.

سَاحِرٌ ج سَاحِرُونَ و سَحَرَةٌ: جادۇگەر، سېھىرگەر، كۆز باغلىغۇچى.

سَاحِقٌ: ھالاك قىلغۇچى، بېسىپ چۈشكۈچى، يانچىغۇچى، ۋەيران قىلغۇچى، جاننى ئالغۇچى.

نَصْرٌ سَاحِقٌ: ھەممىنى بېسىپ چۈشكۈچى غەلىبە.

أَكْثَرِيَّةٌ سَاحِقَةٌ: ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىگۈچى كۆپلۈك سان.

قُنْبُلَةٌ سَاحِقَةٌ مَاحِقَةٌ: ۋەيران قىلغۇچى بومبا.

«هَزَمَ جَيْشُ الْعَدُوِّ هَزِيمَةً سَاحِقَةً» : دۈشمەن قوشۇنى ئۇزۇل ـ كېسەل مەغلۇپ بولدى.

سَاحَلَ يُسَاحِلُ مُسَاحَلَةً الْقَوْمُ بِأَوْلَادِهِمْ: بالىلىرىنى قىرغاققا ئېلىپ كەلدى.

سَاحِلٌ ج سَوَاحِلُ: قىرغاق، ساھىل.

سَاحِلُ الْبَحْرِ: دېڭىز بويى، دېڭىز قىرغىقى، دېڭىز ساھىلى.

«فَلْيُلْقِهِ الْيَمُّ بِالسَّاحِلِ» «قۇرئان» : دەريا ئۇنى قىرغاققا تاشلىسۇن.

مِدْفَعِيَّةُ السَّوَاحِلِ: قىرغاق زەمبىرىكى.

خِفْرُ السَّوَاحِلِ: دېڭىز قىرغىقى ساقچىلىرى.

سَاحِلِيٌّ: دېڭىز قىرغىقىنىڭ، دېڭىز قىرغىقىغا تەۋە.

مَدِيْنَةٌ سَاحِلِيَّةٌ: دېڭىز بويىغا جايلاشقان شەھەر.

سَاخَ يَسُوخُ سَوْخًا و سُيُوخًا وسُؤُوخًا و سَوَخَانًا ـ تِ بِهِ الْأَرْضُ: ئۇنى يەر يۇتتى.

سَاخَ الشَّيْءُ فِي الْمَاءِ: سۇغا چۆشۈپ كەتتى.

سَاخَ فِي الطِّينِ: لايغا پېتىپ قالدى.

سَاخَ يَسُوخُ سَوْخًا و سُيُوخًا سَيْخًا وَسَيَخَانًا قَوَائِمُ الدَّابَّةِ فِي الْأَرْضِ: ھايۋاننىڭ پۇتى يەرگە پېتىپ قالدى.

سَاخِرٌ: مەسخىرە قىلغۇچى، زاڭلىق قىلغۇچى.

ضَحِكَ سَاخِرًا: مەسخىرە قىلىپ كۈلدى.

سَاخِطٌ: غەزەپ قىلغۇچى، غەزەپلەنگۈچى، ئاچچىقلانغۇچى.

سَاخِنٌ ج سُخَّانٌ م سَاخِنَةٌ: قىزىق، ئىسسىق.

هَوَاءٌ سَاخِنٌ: ئىسسىق ھاۋا.

«تَنَاوَلَتْ الْفُطُورَ سَاخِنًا»: مەن ناشتىلىقنى ئىسسىق ھالىتىدە يېدىم.

سَادَ يَسُودُ سِيَادَةً وَسُؤْدَدًا و سُودًا: ئۇلۇغ بولدى، ئالىيجاناب بولدى.

سَادَ قَوْمَهُ: قەۋمىگە باشلىق بولدى.

سَادَهُ: ئۇنى باشقۇردى، ئۇنىڭغا قوماندانلىق قىلدى، ئۇنى كونترول قىلدى.

سَادَ الْإِضْطِرَابُ وَالْفَوْضَى: قالايمىقانلىشىپ كەتتى.

سَادَ الْهُدُوْءُ: تىپتىنچ بولدى.

«فِي أَوَاخِرِ اللَّيْلِ سَادَ السُّكُونُ كُلَّ شَيْءٍ»: يېرىم كېچىدىن كېيىن ھەممە نەرسە جىمجىتلىققا چۆكتى.

سَادَةٌ: سىدام، ئاددى.

قُمَاشٌ سَادَةٌ: ئاددىتتىكى رەخت، گۈلسىز رەخت، يولسىز رەخت.

قَهْوَةٌ سَادَةٌ: شېكەرسىز قەھۋە.

سَادِحٌ: كۆپ، باي، مول.

سَادَّةٌ ج سُدُودٌ: كۆز گۆھىرى بۇلغىنىش كېسەللىكى، كۆز گۆھىرىگە ئاق چۈشۈش كېسەللىكى.

سَادِرٌ: تېڭىرقاپ قالغۇچى، تەپ تارتمايدىغان؛ سۆ

مەنبەسى، بۇلاق.

«ظَلَّ سَادِرًا فِي غَيِّهِ»: ھېچ تەپ تارتماي كۆڭۈل خاھىشىغا بېرىلدى.

سَادِسٌ م سَادِسَةٌ: ئالتىنچى.

«وَيَقُولُونَ خَمْسَةٌ سَادِسُهُمْ كَلْبُهُمْ» «قرآن»: بەزىلەر: «ئۇلار بەش بولۇپ، ئالتىنچىسى ئۇلارنىڭ ئىتىدۇر» دېيدۇ.

سَادِسًا: ئالتىنچى، ئالتىنچىدىن.

سَادِسَ عَشَرَ: ئون ئالتىنچى.

سَادِنٌ ج سَدَنَةٌ: كەئبىنىڭ خادىمى، ئىشىك باقار، ئىشىكنى قارىغۇچى، ھاجىب.

سَاذَجٌ. سَاذِجٌ ج سُذَّجٌ: خالىس، ساپ، ساددا، ئاددى؛ تۈپتۈز.

لَوْنٌ سَاذِجٌ: بىر خىل رەڭ، رەڭگى بىر خىل.

شَخْصٌ سَاذِجٌ: ئاددى ئادەم، پىشمىغان ئادەم، تەجرىبىسىز ئادەم.

رَأْيٌ سَاذِجٌ: ئاددى پىكىر، تومتاق پىكىر، پىشمىغان پىكىر.

حُجَّةٌ سَاذِجَةٌ: چالا پاكىت.

«أَنَّ شَخْصِيَّتَهُ السَّاذِجَةَ تَتْرُكُ انْطِبَاعًا عَمِيقًا فِي نُفُوسِ الْآخَرِينَ»: ئۇنىڭ ساددا خاراكتېرى باشقىلاردا چوڭقۇر تەسىرات قالدۇرىدۇ.

سَارَ يَسُورُ سَوْرَةً: غەزەپلەندى، ئاچچىقلاندى.

سَارَ يَسُورُ سُؤْرًا سُؤُورًا: ئېتىلدى، سەكرىدى، غەزەپلەندى.

سَارَا الشُّجَاعُ فِي الْحَرْبِ: قەھرىمان جەڭدە تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلدى.

سَارَ يَسُورُ سَوْرًا الْحَائِطَ: تامغا ياماشتى، تامغا ئېسىلدى.

سَارَ يَسِيرُ سَيْرًا وَتَسْيَارًا وَمَسِيرًا وَ مَسِيرَةً وَ سَيْرُورَةً: ماڭدى، كەتتى، ئىلگىرىلىدى، سەپەر قىلدى، ساياھەت قىلدى، كېزىپ يۈردى، ئېقىپ يۈردى.

سَارَ الْجَيْشُ: قوشۇن يۈرۈش قىلدى.

سَارَ سِيرَةً حَسَنَةً: ياخشى مەسلەكتە ماڭدى، ياخشى يولدا ماڭدى.

سَارَ فِي رِكَابِهِ: بىللە ماڭدى، ئەگەشتى، كەينـ

گە كىردى.

**سَارَ بِمُقْتَفَى كَذَا:** ئەمەل قىلدى، بويىچە ماڭدى، تەقەززاسى بويىچە ماڭدى.

**سَارَبِهِ:** ماڭغۇزدى، يۈرگۈزدى.

**سَارَ كَتِفًا لِكَتِفٍ:** مۈرىنى ـ مۈرىگە تىرەپ ئىلگىرىلىدى.

**سَارَ مِنْ سَيِّئٍ إِلَى أَسْوَءَ:** بارغانچە يامانلاشتى.

**«يَسِيرُ النَّاسُ عَلَى الرَّصِيفِ» :** كىشىلەر ئاسفالت ياتقۇزۇلغان يولدا ماڭىدۇ.

**سَارَ الْمَثَلُ أَوِ الْكَلَامُ:** مەسەل ياكى سۆز تارالدى، يۈركەتتى، يېيىلدى.

**اَلسَّارِبُ:** خالىغانچە يۈرۈيدىغان، باشباشتاق.

**ظَبْيَةٌ سَارِبٌ:** ئەركىن ئوتلىغۇچى كىيىك.

**«وَمَنْ هُوَ مُسْتَخْفٍ بِاللَّيْلِ وَسَارِبٌ بِالنَّهَارِ»**

**«قرآن» :** كېچىسى يوشۇرۇنغان، كۈندۈزى ئاشكارا يۈرگەنلەر...

**اَلسَّارِحُ:** پادىچى، پادا.

**سَارِحُ الْفِكْرِ:** پىكرى چېچىلاڭغۇ.

**اَلسَّارِحَةُ ج سَوَارِحُ:** پادا.

**مَالَهُ سَارِحَةٌ وَ لَارَائِحَةٌ:** ئۇنىڭ ھېچنېمىسى يوق.

**سَارَّ يُسَارُّ مُسَارَّةً وَ سِرَارًا:** سىرداشتى، سىر بەردى.

**سَارٌّ:** خۇشال قىلغۇچى.

**«سَمِعْتُ خَبَرًا سَارًّا» :** خۇشاللىنارلىق خەۋەر ئاڭلىدىم.

**«فِي الْحَالِ اِنْتَشَرَتِ الْأَخْبَارُ السَّارَّةُ فِي أَنْحَاءِ الْقَرْيَةِ» :** خۇش خەۋەر پۈتۈن يېزىغا دەرھال تارقالدى.

**سَارَعَ يُسَارِعُ مُسَارَعَةً:** ئالدىرىدى.

**«سَارِعُوا إِلَى مَغْفِرَةٍ مِنْ رَبِّكُمْ» «قرآن» :** سىلەر پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ مەغپىرىتىگە ئالدىراڭلار.

**سَارَقَ يُسَارِقُ مُسَارَقَةً ـ هُ النَّظَرَ إِلَيْهِ:** ئوغرىلىقچە قارىدى، مارىدى، كۆز يۇگۈرتتى، يەر تېگىدىن قارىدى، ئاستىرتتىن قارىدى.

**سَارِقٌ ج سَارِقُونَ، سُرَّاقٌ و سَرَقَةٌ:** ئوغرى، يانچۇقچى.

**«وَالسَّارِقُ وَالسَّارِقَةُ فَاقْطَعُوا أَيْدِيَهُمَا» «قرآن» :** ئوغرىلىق قىلغۇچى ئەرنىڭ ۋە ئوغرىلىق قىلغۇچى ئايالنىڭ قوللىرىنى كېسىڭلار.

**سَارِقُ الْمُؤَلَّفَاتِ:** ئەسەر ئوغرىسى، باشقىلارنىڭ ئەسىرىنى ئۆزىنىڭ قىلىۋالغۇچى.

**اَلسَّارِقَةُ ج سَوَارِقُ:** كىشەن.

**سَارُوخٌ:** راكېتا؛ پوجاڭزا.

**السَّارِي ج سُرَاةٌ:** شىر، ئارسلان؛ كېچىسى كېلىدىغان بۇلۇت؛ خادا، تۈۋرۈك.

**سَارِي الْمَفْعُولِ:** كۈچكە ئىگە.

**سَارِيَةُ الْعَلَمِ:** بايراق خادىسى، بايراق مومىسى.

**«اَلْعَلَمُ يُرَفْرِفُ فَوْقَ السَّارِيَةِ» :** خادىدا بايراق لەپىلدىمەكتە.

**سَارِيَةُ الْمَرْكَبِ:** يەلكەن مومىسى.

**سَارِيَةُ السَّفِينَةِ:** كېمە ماچتىسى.

**اَلْأَمْرَاضُ السَّارِيَةُ:** يۇقۇملۇق كېسەللەر.

**سَاسَ يَسُوسُ سِيَاسَةً النَّاسَ:** كىشىلەرنى باشقۇردى، ئىدارە قىلدى.

**سَاسَ الْأُمُورَ:** ئىشلارنى باشقۇردى.

**سَاسَ الْعَمَلَ:** ئىشنى ئىدارە قىلدى، خىزمەتنى باشقۇردى.

**«كَانَ الْخُلَفَاءُ الرَّاشِدُونَ يَسُوسُونَ النَّاسَ بِالْعَدْلِ» :** چاھارىيالار كىشىلەرنى ئادالەت بىلەن باشقۇراتتى.

**سَاسَ الدَّوَابَّ:** ئۇلاغنى كۈندۈردى، ئۇلاغنى باقتى، ئۇلاغدىن خەۋەر ئالدى.

**«يَسُوسُ خُيُولَ الْأَمِيرِ» :** ئەمىرنىڭ ئاتلىرىنى باقىدۇ.

**سَاسَ يَسُوسُ سَوْسًا الطَّعَامُ:** يېمەكلىك قۇرتلاپ قالدى.

**سَاسَتِ السِّنُّ:** چىشنى قۇرت يېدى.

**سَاطَ يَسُوطُ سَوْطًا:** قامچىلىدى.

**سَاطَ الشَّيْءَ:** نەرسىنى ئارىلاشتۇردى.

**سَاطَ الْحَرْبَ:** ئۇرۇش ئېلان قىلدى، ئۇرۇش باشلىدى.

**سَاطِرٌ:** قاسساپ.

**سَاطِعٌ:** نۇرلۇق، پارلاق، روشەن، ئېنىق، چۈشىنىشلىك، يورۇتقۇچى، نۇر چاچقۇچى.

**«كَانَ النُّورُ سَاطِعًا فَلَمْ أَسْتَطِعْ فَتْحَ عَيْنَيَّ» :** نۇر چاقناپ ئىككى كۆزۈمنى ئاچالمىدىم.

**سَاطِلٌ:** كۆتۈرۈلگەن چاڭ.

**سَاطُورٌ ج سَوَاطِيرُ:** قىڭراق، چەيدو، چوڭ پىچاق.

**سَاعَ يَسُوعُ سَيْعًا و سُيُوعًا الشَّيْءُ:** نەرسە يۈتۈپ كەتتى، زايا بولدى، چۇشۇپ قالدى، يوقالدى.

**سَاعَ الْمَاءُ:** سۇ قالايمىقان ئاقتى.

**سَاعَاتِيٌّ ج سَاعَاتِيَّةٌ:** سائەت سودىگىرى؛ سائەت رېمونت قىلغۇچى، سائەتچى.

**سَاعَةٌ ج سَاعَاتٌ و سَاعٍ:** سائەت.

**سَاعَةُ جَيْبٍ:** يانچۇق سائىتى، قويۇن سائىتى.

**سَاعَةُ حَائِطٍ:** تام سائىتى.

**سَاعَةُ يَدٍ . سَاعَةُ مِعْصَمٍ:** قول سائىتى.

**سَاعَةُ سِبَاقٍ:** سىكۇندومىر (تەنتەربىيىگە ئىشلىتىلىدىغان ۋاقىت ئۆلچىگۈچ).

**سَاعَةٌ رَقْمِيَّةٌ:** رەقەملىك سائەت (ئىسترېلكىسىز سائەت).

**سَاعَةٌ نَاطِقَةٌ:** سۆزلەيدىغان سائەت.

**سَاعَةٌ شَمْسِيَّةٌ:** قۇياش سائىتى.

**سَاعَةُ بِيْضٍ:** تۇخۇم پۇشۇرۇشقا ئىشلىتىلىدىغان ۋاقىت بېكىتىش ئەسۋابى.

**سَاعَةٌ رَمْلِيَّةٌ:** ۋاقىت بەلگىلەيدىغان قۇم سائەت.

**سَاعَةُ الصِّفْرِ:** ھەربى ھەرىكەتنىڭ باشلىنىشى بەلگىلەنگەن يوشۇرۇن ۋاقىت.

**زَهْرَةُ السَّاعَةِ:** مېھرىگۈل، پاتمىسلۇرا (پىلەك غوللۇق ئۆسۈملۈك).

**رَجُلُ السَّاعَةِ:** ئەھۋالغا قاراپ ئۆزگىرىدىغان ئادەم، تۇراقسىز، يۇمىلاق تاۋۇز؛ ئاخبارات ۋاستىلىرىدا خەۋىرى بېرىلىپ تۇرىدىغان مەشھۇر شەخس.

**سَاعَتُهُ الْأَخِيرَةُ:** ئۆلۈش ۋاقتى.

**«دَنَتْ سَاعَتُهُ الْأَخِيرَةُ» :** ئۇنىڭ ئۆلۈش ۋاقتى يېقىنلاشتى.

**سَاعَةُ نَحْسٍ:** شۇم ۋاقىت، شۇم چاغ، بەختسىز چاغ.

**اِبْنُ سَاعَتِهِ:** ۋاقىتلىق، ئۆمرى قىسقا، ۋاقىتىنچە، ھازىرچە.

**مِنَ السَّاعَةِ:** مۇندىن كېيىن، بۇنىڭدىن تارتىپ، ھازىردىن باشلاپ.

**إِلَى السَّاعَةِ:** ھازىرغا قەدەر، ھازىر، ھازىرقى.

**سَاعَتَئِذٍ:** ئۆز ۋاقتىدا، شۇ چاغدا.

**حَتَّى السَّاعَةِ:** ھازىرغىچە، ھازىرغا قەدەر.

**لِلسَّاعَةِ:** ھازىرغىچە، يەنىلا، شۇنداقلا، ئۆز پېتىچە.

**مَاجَاءَ لِلسَّاعَةِ:** ھازىرغىچە كەلمىدى.

**فِي سَاعَتِهِ:** دەرھال، شۇئانلا، شۇ زامان، ھازىرلا.

**مُنْذُ سَاعَةٍ:** ھازىردىن باشلاپ.

**بَيْنَ سَاعَةٍ و أُخْرَى:** يېقىن ۋاقىت ئىچىدە، يېقىندا.

**«لَمْ أَفْرَغْ مِنَ الْعَمَلِ إِلاَّ السَّاعَةَ» :** مەن خىزمەتتىن ئەمدىلا چۈشتۈم.

**«اِسْتَغْرَقَ الْاِجْتِمَاعُ سَاعَتَيْنِ» :** يىغىن ئىككى سائەت داۋاملاشتى.

**اَلسَّاعَةُ:** قىيامەت.

**«بَلْ كَذَّبُوا بِالسَّاعَةِ» «قرآن» :** ياق، ئۇلار قىيامەتنى ئىنكار قىلدى.

**سَاعَدَ يُسَاعِدُ مُسَاعَدَةً:** ياردەملەشتى، ياردەم بەردى.

**«طَلَبْتُ الْمُسَاعَدَةَ فَلَمْ يُسَاعِدْنِي أَحَدٌ» :** ياردەم تەلەپ قىلمۇدىم، ماڭا ھېچ كىشى ياردەم بەرمىدى.

**سَاعِدٌ ج سَوَاعِدُ:** بىلەك.

**شَمَّرَ عَنْ سَاعِدِ الْجِدِّ:** تىرىشتى، تىرىشچانلىق كۆرسەتتى.

**اِشْتَدَّ سَاعِدُهُ:** كۈچلۈك بولدى، كۈچەيدى.

**سَاعِدُهُ الْأَيْمَنُ:** ئەڭ ئىشەنچلىك ئادىمى.

**سَاعِدَةٌ ج سَوَاعِدُ:** تارماق ئېقىم، تارماق دەريا.

**سَامَرَ يُسَامِرُ مُسَامَرَةً:** سوھبەتلەشتى، پاراڭلاشتى.

**سَاعَفَهُ مُسَاعَفَةً:** قوللىدى، كۆمەكلەشتى، ياردەملەشتى.

**سَاعِلٌ:** يۆتەل، كېكىرەك.

**سَاعٍ ج سُعَاةٌ:** سۇخەنچى، گەپ توشۇغۇچى؛ بوھتان چاپلىغۇچى، قارا چاپلىغۇچى، پىتنەخور؛ پوچتىكەش؛ ئەلچى.

**سَاعِي الْبَرِيدِ:** پوچتىكەشلىك، پوچتىكەش.

**«لَقَدْ عَمِلَ أَكْثَرَ مِنْ عَشَرِ سَنَوَاتٍ سَاعِيَ بَرِيدٍ دُونَ أَنْ يَرْتَكِبَ خَطَأً وَاحِدًا فِي عَمَلِهِ»:** ئۇ 10 يىلدىن ئارتۇق پوچتىكەش بولۇپ ئىشنى بىر قېتىممۇ خاتا قىلىپ قويمىدى.

**سَاغَ يَسُوغُ سَوْغًا وَسَوَاغًا و سَوَاغًا الشَّرَابُ:** شاراب گالدىن سىلىق ئۆتمىگەن بولدى.

**سَاغَ الطَّعَامَ أَوِ الشَّرَابَ:** تاماق ياكى شارابنى يېقىشلىق ھېسابلىدى.

**«لَمْ أَسُغْ هَذَا الشَّرَابَ»:** بۇ شارابنى ياقتۇرمىدىم.

**سَاغَ الشَّيْءُ:** ياخشى بولدى.

**سَاغَ لَهُ الْأَمْرُ:** مۇۋاپىق كەلدى، لايىق بولدى.

**سَاغَ يَسِيغُ سَيْغًا:** ياخشى بولدى، سىلىق ئۆتتى، مۇۋاپىق كەلدى.

**سَاغِبٌ:** ئاچ، ئاچ قالغان.

**سَاقَ يَسُوقُ سَوْقًا الشَّيْءَ:** پۈرىدى، يىلىدى.

**سَاقَ يَسِيقُ سَيْقًا:** قىلىچ بىلەن چاپتى.

**سَاقَ عَلَيْهِ:** چىددى، سەۋر قىلدى.

**سَافَتْ يَدُهُ:** قولى يېرىلىپ كەتتى.

**السَّافُ. سَافَةٌ ج آسُفٌ و سَافَاتٌ:** بىر قاتار خام كېسەك ياكى پىششىق كېسەك.

**سَافَحَ يُسَافِحُ مُسَافَحَةً الْمَرْأَةَ:** ئايال بىلەن نىكاھسىز بىر يەردە بولدى، بۇزۇقچىلىق قىلدى.

**سَافِحٌ ج سَوَافِحُ:** تۆكۈلگەن ياش.

**سَافَدَ يُسَافِدُ مُسَافَدَةً وَسِفَادًا الذَّكَرُ أُنْثَاهُ:** جۈپلەشتى، ئەركىكى چىشىسىغا چاپتى.

**سَافَرَ يُسَافِرُ مُسَافَرَةً:** سەپەر قىلدى.

**سَافَرَ بَرًّا:** قۇرۇقلۇقتا سەپەر قىلدى.

**سَافَرَ بَحْرًا:** دېڭىزدا سەپەر قىلدى.

**سَافَرَ جَوًّا:** ئايروپىلاندا سەپەر قىلدى.

**«إِنْ تُسَافِرْ أُسَافِرْ مَعَكَ»:** ئەگەر سەپەر قىلساڭ مەن سەن بىلەن بىرگە سەپەر قىلىمەن.

**سَافِرٌ ج سَفَرَةٌ:** نامە ـ ئەمەلنى خاتىرىلەيدىغان پەرىشتە.

**«بِأَيْدِي سَفَرَةٍ كِرَامٍ بَرَرَةٍ»:** (ئۇ) ھۆرمەتلىك ياخشى (پەرىشتىلەردىن بولغان) پۈتۈكچىلەرنىڭ قولىدىدۇر.

**سَافِرٌ ج سَوَافِرُ:** ئېنىق، ئاشكارا، ئوچۇق.

**اِعْتِدَاءٌ سَافِرٌ:** ئاشكارا تاجاۋۇزچىلىق.

**وَجْهٌ سَافِرٌ:** چۈمبەلسىز يۈز.

**إِمْرَأَةٌ سَافِرَةٌ:** يۈزى ئوچۇق ئايال، چۈمبەلسىز ئايال.

**بِالْقُوَّةِ السَّافِرَةِ:** ئوچۇقتىن ـ ئوچۇق قورال كۈچى ئىشلىتىش، قورال كۈچى بىلەن، تەپ تارتماستىن.

**سَافَعَ يُسَافِعُ مُسَافَعَةً ـ هُ:** ئۇنىڭ بىلەن جەڭ قىلدى، ئۇرۇشتى، قوغلىدى، قوچاقلىدى.

**سَافِلٌ ج سَفَلَةٌ وَ سُفَّلٌ وَسُفَّالٌ و سُفْلَانٌ وَسَافِلُونَ:** پەس، تۆۋەن، پاكار؛ ناچار، رەزىل، شەرمەندە.

**سَافِنَةٌ ج سَوَافِنُ:** يەر يۈزىنى يۇيۇۋېتىدىغان بوران قاتتىق بوران، قۇيۇن.

**سَافَهَ يُسَافِهُ مُسَافَهَةً:** تىللاشتى.

**سَافَهَ الشَّرَابَ:** شارابنى بولۇشىغا ئىچتى.

**سَافِهٌ:** ئەخمەق، ئەقىلسىز، تەشنا.

**سَافَى يُسَافِي مُسَافَاةً:** ئۆزئارا تىللاشتى؛ داۋالىدى، دورا قىلدى.

**سَافٍ:** بوران، قۇيۇن.

**سَافِيَاءُ:** چاڭ ـ توزان؛ چاڭ توزىتىدىغان بوران، چاڭ ـ توزانلىق بوران.

**سَافِيَةٌ ج سَافِيَاتٌ وَسَوَافٍ:** بوران، قۇيۇن.

**سَاقَ يَسُوقُ سَوْقًا وَ سِيَاقًا وَ سِيَاقَةً وَ مَسَاقًا:**

ھەيدىدى، قوغلىدى، يۈزلەندۈردى، يېتەكلىدى، سۈردى.

**سَاقَ إِلَيْهِ الْمَالَ:** مالنى ئۇنىڭغا بەردى، بېغىشلىدى، سۇندى، تەقدىم قىلدى.

**سَاقَ الْحِمَارَ:** ئېشەكنى ھەيدىدى.

**سَاقَ إِلَى كَذَا:** ئېلىپ باردى، ئېلىپ كەلدى، يېتەكلىدى، باشلىدى، يېتەكچىلىك قىلدى.

**سَاقَ الْحَدِيثَ:** سۆزنى داۋاملاشتۇردى، توختىماي سۆزلىدى.

**سَاقَ الْخَبَرَ:** تەپسىلىي خەۋەر قىلدى، تەپسىلىي يەتكۈزدى.

**سَاقَ السَّيَّارَةَ:** ماشىنا ھەيدىدى.

**«سُقِ السَّيَّارَةَ. فَلَايُوجَدُ أَيُّ عُطْلٍ فِيهَا» :** ماشىنىنىڭ چاتىقى يوق، ئۇنى ھەيدە.

**سَاقَتِ الرِّيحُ السَّحَابَ:** شامال بۇلۇتنى ھەيدىدى.

**سَاقَ الْمَرِيضُ نَفْسَهُ وَ بِنَفْسِهِ:** جان تۈمشۇقىغا كەلدى، سەكراتقا چۈشۈپ قالدى.

**سَاقَ اللّٰهُ الْخَيْرَ:** ئاللاھ ياخشىلىقنى ئەۋەتتى.

**إِلَيْكَ يُسَاقُ الْحَدِيثُ:** سۆز ساڭا قارىتىلىدۇ، سۆز سىزگە قارىتىلىدۇ.

**سَاقٌ ج سُوقٌ وَ سِيقَانٌ وَ أَسْوُقٌ:** پاچاق، پۇت.

**«فَلَمَّارَأَتْهُ حَسِبَتْهُ لُجَّةً وَكَشَفَتْ عَنْ سَاقَيْهَا»**

‹قرآن› : ئۇ (يەنى بىلقىس) سارايىنى چوڭقۇر دەپ گۇمانلىنىپ (كىيىمىنى كۆتۈرۈپ) ئىككى پاچىقىنى ئاچتى.

**«فَاسْتَوَى عَلَى سُوقِهِ» ‹قرآن›** : ئاندىن ئۇز غولى بىلەن ئۆرە تۇرغان...

**سَاقُ الشَّجَرَةِ:** دەرەخنىڭ غولى، دەرەخ گەۋدىسى.

**سَاقُ النَّبَاتِ:** ئۆسۈملۈكنىڭ غولى، پايە.

**رَبْطَةُ السَّاقِ:** پايپاق بوغقۇچ، پايپاق باغلىغۇچ.

**عَظْمُ السَّاقِ:** پاچاق سۆڭىكى.

**سَاقُ حُرٍّ:** ئەركەك پاختەك.

**عَلَى قَدَمٍ وَسَاقٍ:** پۈتۈن كۈچى بىلەن، بارلىق كۈچ - قۇۋۋىتى بىلەن.

**اَلْعَمَلُ جَارٍ عَلَى قَدَمٍ وَسَاقٍ:** ئىش جىددىي كېتىپ بارماقتا.

**قَامَتِ الْحَرْبُ عَلَى سَاقِهَا:** شىددەتلىك جەڭ باشلاندى، قاتتىق جەڭ بولغىلى تۇردى.

**شَمَّرَ الْحَرْبُ عَنْ سَاقِهَا:** ئۇرۇش كۈچەيدى، ئۇرۇش ئەۋجىگە چىقتى.

**شَمَّرَ الْأَمْرُ عَنْ سَاقِهِ:** ئىش كۈچەيدى؛ قىزىدى؛ ئەۋجىگە چىقتى.

**أَطْلَقَ سَاقَيْهِ لِلرِّيحِ:** تېز قاچتى، تېز ماڭدى.

**سَاقُ الْأَسَدِ:** سۈنبۈلە، يۇلتۇز تۈركۈمى.

**سَاقَةٌ:** كەينى، ئاخىرى، ئارقىسى.

**سَاقَةُ الْجَيْشِ:** ئارقا سەپ مۇھاپىزەت قوشۇنى.

**سَاقَطَ يُسَاقِطُ مُسَاقَطَةً الشَّيْءَ:** چۈشتى، تۆكۈلدى.

**«وَهُزِّي إِلَيْكِ بِجِذْعِ النَّخْلَةِ تُسَاقِطْ عَلَيْكِ رُطَبًا»**

‹قرآن› : خورما دەرىخىنى ئۆز تەرىپىڭگە ئىرغىتقىن، ئالدىڭغا پىشقان يېڭى خورمىلار تۆكۈلىدۇ.

**سَاقِطٌ ج سُقَّاطٌ وَ سِقَاطٌ سَاقِطَةٌ:** چۈشكۈنلەشكۈچى، غۇلاپ چۈشكۈچى، چۈشۈپ كەتكۈچى، يىقىلىپ چۈشكۈچى، تۆۋەنگە ساڭگىلىغۇچى؛ تېگى پەس.

**سَاقِطٌ مِنَ الْحُقُوقِ الْمَدَنِيَّةِ:** گىراژدانلىق ھوقۇقىدىن مەھرۇم بولغۇچى.

**سَاقِطُ قَيْدٍ:** نوپۇس دەپتىرىگە چۈشمىگەن.

**سَاقِطَةٌ ج سَاقِطَاتٌ:** چۈشكۈن، رەزىل، پەس، ئىپلاس.

**اِمْرَأَةٌ سَاقِطَةٌ:** پەسكەش ئايال، شەرمەندە ئايال، بۇزۇق ئايال، جالاپ.

**«لِكُلِّ سَاقِطَةٍ لَاقِطَةٌ» :** ھەرقانداق ناچار نەرسىنىمۇ ئىشلىتىدىغان ئادەم چىقىدۇ، تۆشۈك مارجان يەردە قالمايدۇ.

**سَاقُورٌ ج سَوَاقِيرُ:** ئىسسىق؛ قىزىتىپ داغلاشقا ئىشلىتىدىغان تۆمۈر.

**سَاقُوطَةُ الْبَابِ:** ئىلغۇچ، تاقاق، دەم، كىلىتالىق.

**سَاقَى يُسَاقِي مُسَاقَاةً:** بىللە ئىچىشتى.

**سَاقٍ ج سُقَاةٌ:** سۇغارغۇچى، شاراب ئۇتۇپ بەرگۈچى، ساقى، مەي قۇيۇپ بەرگۈچى؛ مەيپۇرۇش.

**سَاقِيَةٌ ج سَوَاقٍ و سَاقِيَاتٌ:** ئايال شاراب بەرگۈچى، مەيخانا ئايال مۇلازىمەتچىسى، قاۋاقخانىنىڭ ئايال كۈتكۈچىسى، ساقىيە؛ سۇ چىقىرىش ماشىنىسى.

**سَاكَ يَسُوكُ سَوْكًا وَسِوَاكًا الشَّيْءَ:** نەرسىنى سۈرتۈپ تازىلىدى، ئېرتتى.

**سَاكَ الْأَسْنَانَ:** چىشنى چوتكىلىدى.

**سَاكِبُ الْمَاءِ:** سۇ تۆككۈچى، سۇ قۇيغۇچى.

**سَاكِتٌ:** جىم تۇرغۇچى، سۈكۈت قىلغۇچى، كەم سۆز، جىمغۇر، ئۈندىمەس.

**سَاكِرٌ:** توختام سۇ.

**لَيْلٌ سَاكِرٌ:** شامالسىز تىنجىق كېچە، تىنجىق.

**سَاكِعٌ:** مۇساپىر.

**سَاكِفٌ ج سَوَاكِفُ:** ئىشىكنىڭ ئۈستى.

**سَاكَنَ يُسَاكِنُ مُسَاكَنَةً:** بىللە تۇردى.

**سَاكَنَهَا:** نىكاھسىز ئەر - خوتۇن بولۇشتى.

**«سَاكَنْتُ زَمِيلِي هَذَا سَنَةً كَامِلَةً» :** بۇ ساۋاقدىشىم بىلەن تولۇق بىر يىل بىللە تۇردۇم.

**سَاكِنٌ ج سَاكِنُونَ وَ سُكَّانٌ:** تۇرغۇچى، يەرلەشكۈچى، ئولتۇراقلاشقۇچى، ئاھالە.

**سَاكِنُ الْجِنَانِ:** جەننەتتە تۇرغۇچى، جەننەتتى.

**«كَانَ الْمَاءُ سَاكِنًا» :** سۇ تۇرغۇن ئىدى.

**حَرْفٌ سَاكِنٌ:** ساكىنلىق ھەرپ.

**لَايُحَرِّكُ سَاكِنًا:** ھېچ نەرسە قىلمايدۇ.

**«هَلْ أَنْتَ مِنْ سُكَّانِ هَذِهِ الْبِنَايَةِ» :** سەن بۇ ئىمارەتتە تۇرغۇچىلاردىن بولامسەن؟ (سەن بۇ ئىمارەتتە تۇرامسەن؟)

**سَاكُوتٌ:** جىمغۇر، گېپىم قىممەت، مۆرىمەس، كەم سۆز، ئۈندىمەس.

**سَاكُوتَةٌ:** جىمغۇر، كەم سۆز.

**سَالَ يَسَالُ سُوَالاً وَ سَوَالاً:** سورىدى، تەلەپ قىلدى، سۈرۈشتۈردى.

**سَالَ يَسِيْلُ سَيْلاً وَ سَيَلَانًا وَ مَسِيلاً وَمَسَالاً الْمَاءُ:** سۇ ئاقتى، سىڭدى.

**«أَنْزَلَ مِنَ السَّمَاءِ مَاءً فَسَالَتْ أَوْدِيَةٌ بِقَدَرِهَا»** «قۇرئان» : ئاللاھ ئاسماندىن يامغۇر ياغدۇردى، (يامغۇر سۈيى) جىلغىلاردا لىممۇ لىق ئاقتى.

**سَالَ الْوَادِي أَوِ النَّهْرُ أَوِ السَّيْلُ وَ نَحْوُ ذَلِكَ:** ۋادىدا ياكى دەريادا سۇ ئاقتى.

**سَالَ أَنْفُهُ:** بۇرنى قانىدى.

**سَالَ لُعَابُهُ عَلَيْهِ:** ئېرىشكۈسى كېلىپ شۆلگەيلىرى ئېقىپ كەتتى، قولغا كەلتۈرۈشنى ئويلىدى.

**سَالِبٌ:** سەلبىي؛ بۇلاڭچى، تارتىۋالغۇچى، تالان - تاراج قىلغۇچى.

**شَحْنَةٌ كَهْرِبَائِيَّةٌ سَالِبَةٌ:** مەنپىي ئېلېكتر.

**سَالِخٌ:** قوراللىق، قورال كۆتۈرگۈچى.

**سَالِخٌ:** قاقاچ، قوتۇر، قىچىشقاق.

**سَالِسٌ:** يۇمشاق، مۇلايىم، بويسۇنغاق، ياۋاش.

**سَالِفٌ ج سَلَفٌ وَ سُلَّافٌ وَ سَوَالِفُ:** ئالدىدىكى، ئىلگىرىكى، ئۆتكەنكى، بۇرۇنقى، ئۆتمۈشتىكى ئىش، بۇرۇنقى ئىش.

**سَالِفُ الذِّكْرِ:** يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان، يۇقىرىدا بايان قىلىنغان.

**فِي سَالِفِ الزَّمَانِ:** قەدىمكى زاماندا، قەدىمكى ۋاقىتتا، ئۆتمۈشتە.

**سَالِفًا:** ئۆتكەندە، ئىلگىرىكى، ئۆتكەندىكى، يۇقىرىدا، بۇرۇن.

**«حَدَثَ هَذَا فِي الْأَيَّامِ السَّالِفَةِ» :** بۇ ئۆتكەن چاغلاردا يۈز بەردى.

**سَالِفُ الْعَرُوسِ:** ىمەش، رەيھان.

**سَالِفَةٌ ج سَوَالِفُ:** بويۇننىڭ يان تەرىپى؛ ئۆتكەندىكى ئىش.

**سَالِفَتَانِ:** بويۇننىڭ ئىككى يېنى.

**سَالِفَةٌ مِنَ النِّسَاءِ ج سَوَالِفُ:** مۇسىبەت يەتكەن چاغدا ئاللاھ ـتوۋا كۆتۈرۈپ يۈزىنى تاتىلايدىغان ئايال.

**سَالَمَ يُسَالِمُ مُسَالَمَةً:** ئەپلەشتى، ياراشتى، تىنچلىقتا بىللە تۇردى، سۈلھى قىلىشتى.

**«سَالَمَ خَصْمَهُ بَعْدَ عَدَاءٍ دَامَ سَنَوَاتٍ» :** بىر قانچە يىل داۋاملاشقان دۈشمەنلىكتىن كېيىن رەقىبى بىلەن ئەپلىشىۋالدى.

**سَالِمٌ ج سَالِمُونَ:** ساغلام، بىجىرىم، ساق - سالامەت؛ تىنچ؛ تولۇق.

**«عَادَ مِنَ الْحَرْبِ سَالِمًا»:** ئۇرۇشتىن سالامەت قايتىپ كەلدى.

**جَمْعٌ سَالِمٌ:** ئىسىملارنىڭ بىرلىك شەكلىگە مەلۇم ھەرپلەرنى قوشۇش بىلەن ياسىلىدىغان كۆپلۈك شەكىل.

**فِعْلٌ سَالِمٌ:** تەركىبىدە ھەرپى ئىللەت، ھەمزە ۋە تەكرار ھەرپ بولمىغان پېئىل.

**سَامَ يَسُومُ سَوْمًا وَسُوَامًا الْأَمْرَ:** ئىشنى تاپشۇردى، بۇيرىدى ۋەزىپە قىلىپ ئارتتى، زورلىدى، تەكلىپ قىلدى.

**«لَا يَسُومُ أَحَدُكُمْ عَلَى سَوْمِ أَخِيهِ» «حديث»:** سىلەرنىڭ بىرىڭلار قېرىندىشى سودىلىشىپ ئېلىۋاتقان مالنى تالاشمىسۇن.

**سَامَ الْبَضَائِعَ:** مالنى كۆرگەزمىگە قويدى، بازارغا سالدى، تىزدى، تىزىپ قويدى.

**سَامَهُ خَسْفًا:** ئۇنى خارلىدى، ئازابلىدى، زۇلۇم سالدى.

**سَامَهُ الْمَذَلَّةَ:** ئۇنىڭغا خارلىقنى تېتىتتى، ئۇنى ھاقارەتلىدى.

**«وَإِذْ أَنْجَيْنَاكُمْ مِنْ آلِ فِرْعَوْنَ يَسُومُونَكُمْ سُوءَ الْعَذَابِ» «قرآن»:** ئۆز ۋاقتىدا سىلەرنى قاتتىق قىيناپ كېلىۋاتقان پىرئەۋن گۇرۇھىدىن سىلەرنى قۇتقۇزدۇق.

**سَامَ الْمَاشِيَةَ فِي الْمَرْعَى:** مالنى ئەركىن ئوتلاشقا قويۇپ بەردى.

**سَامَتِ الْمَاشِيَةُ:** مال ئەركىن ئوتلىدى.

**سَامٌ:** نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلىنىڭ ئىسمى.

**سَامَتَ يُسَامِتُ مُسَامَتَةً:** روبىرو بولدى، ئۇدۇلمۇ ئۇدۇل بولدى، يۈزلەشتى.

**سَامَتَتِ الشَّمْسُ رَأْسَهُ:** قۇياش ئۇنىڭ بېشىنىڭ ئۇدۇلىغا كەلدى.

**سَامَّةٌ:** ئۆلۈم؛ زىخچە ئالتۇن ياكى كۈمۈش؛ قۇدۇق ئۈستىدىكى ئورەك.

**سَامَحَ يُسَامِحُ مُسَامَحَةً:** كەچۈردى، ئەپۇ قىلدى، كەڭ قورساقلىق قىلدى.

**سَامَحَ بِذَنْبِهِ:** گۇناھىنى كەچۈردى.

**«عَاقَبَ ثَلَاثَةً مِنَ الْمُذْنِبِينَ وَسَامَحَ وَاحِدًا لِصِغَرِ سِنِّهِ»:** جىنايەتچىلەردىن ئۈچىنى جازالىدى، يېشى كىچىك بولغانلىقىدىن بىرىنى كەچۈرۈم قىلدى.

**سَامَحَكَ اللّٰهُ:** ئاللاھ سىنى مەغپىرەت قىلغاي، ئاللاھ سىنى كەچۈرگەي.

**سَامَحَهُ فِي الْأَمْرِ و بِالْأَمْرِ:** ئۇنىڭغا ئىشتا كەڭ قوساقلىق قىلدى.

**سَامِدٌ:** گاللۇاڭ، بىغەرەز؛ تولدۇرۇلغان؛ مۇتەكەببۇر، ھاكاۋۇر.

**وِعَاءٌ سَامِدٌ:** تولدۇرۇلغان قاچا.

**«وَتَضْحَكُونَ وَلَا تَبْكُونَ وَأَنْتُمْ سَامِدُونَ» «قرآن»:** كۈلەمسىلەر، يىغلامسىلەر؟ سىلەر غاپىلدۇرسىلەر.

**سَامَرَ يُسَامِرُ مُسَامَرَةً:** كېچىدە پاراڭلاشتى.

**سَامِرٌ ج سُمَّرٌ وَ سُمَّارٌ:** كېچىدە پاراڭلاشقۇچى، كېچىدە مۇڭداشقۇچى.

**أَحْيَا السَّامِرَ:** كەچلىك ئولتۇرۇش قىلدى.

**«مُسْتَكْبِرِينَ بِهِ سَامِرًا تَهْجُرُونَ» «قرآن»:** ئۇلار (ھەرەم ئەھلى بولغانلىقى بىلەن) پەخىرلىنىپ ئىماندىن يۈز ئۆرۈيدۇ، كەچلىك پاراڭلىرىدا يامان سۆزلەرنى قىلىدۇ.

**اَلسَّامِرَةُ:** بەزىلەرنىڭ ئەقىدىلىرىدە يەھۇدىلار بىلەن ئورتاقچىلىقى بولغان ۋە بەزىلىرىدە پەرقلىنىدىغان قەۋمنىڭ نامى.

**سَامِرِيٌّ:** سامىرىلىق، سامىرىگە مەنسۇپ ئادەم ياكى نەرسە.

**«قَالَ فَإِنَّا قَدْ فَتَنَّا قَوْمَكَ مِنْ بَعْدِكَ وَأَضَلَّهُمُ السَّامِرِيُّ» «قرآن»:** ئاللاھ ئېيتتى: «سەندىن (يەنى سەن كەتكەندىن) كېيىن قەۋمىڭنى ھەقىقەتەن سىنىدۇق، ئۇلارنى سامىرى ئازدۇردى».

**سَامِعٌ ج سَمَّاعٌ و سَمَعَةٌ و سَامِعُونَ م سَامِعَةٌ:** ئاڭلىغۇچى، قۇلاق سالغۇچى، ئىشىتكۈچى.

**اَلسَّامِعَانِ:** ئىككى قۇلاق.

**سَامِعُونَ:** ئاڭلىغۇچىلار، تىڭشىغۇچىلار، (لېكسىيە، دوكلات ئاڭلىغۇچىلار).

**أُذُنٌ سَامِعَةٌ:** ئىتتىك قۇلاق، ئۇزۇن قۇلاق.

**سَامِقٌ ج سَمِقٌ:** ئېگىز، ئۇستۇن، كاتتا، قەد كۆتىرىپ تۇرغان، تەۋرەنمەي تىك تۇرغان.

**بِنَاءٌ سَامِقٌ:** ئېگىز بىنا.

**شَجَرٌ سَامِقٌ:** ئېگىز دەرەخ.

**سَامٌّ ج سَوَامٌّ:** زەھەرلىك نەرسە.

**«هَذَا النَّوعُ مِنَ النَّبَاتِ سَامٌّ»:** بۇ خىل ئۆسۈملۈك زەھەرلىكتۇر.

**ثُعْبَانٌ سَامٌّ:** زەھەرلىك يىلان.

**سَامٌّ أَبْرَصُ:** پاتمىچۇق.

**غَازَاتٌ سَامَّةٌ:** زەھەرلىك گازلار.

**سَامِنٌ:** سېمىز.

**سَامُورٌ:** ئالماس، بىرلىيانت.

**سَامَى يُسَامِي مُسَامَاةً:** پەخىرلەندى، بىرىنچىلىكنى تالاشتى.

**سَامٍ ج سُمَاةٌ و سَامُونَ م سَامِيَةٌ ج سَامِيَاتٌ وَ سَوَامٍ:** ئالىي، يۇكسەك، ئېسىل، ئالىيجاناب.

**أَمْرٌ سَامٍ:** پادىشاھانە ئەمر – پەرمان.

**رَجُلٌ سَامِي الْأَخْلَاقِ:** يۇكسەك ئەخلاقلىق ئادەم.

**سَامِيَةٌ:** سام تىلى.

**اَلسَّامِيَةُ الْأُمُّ:** ئىپتىدائىي سام تىلى.

**اَللُّغَاتُ السَّامِيَةُ:** سامى تىللار.

**سَامِيٌّ:** سام ئۇرۇقىغا مەنسۇپ، سام تىلىغا مەنسۇپ.

**اَلْمَقَامُ السَّامِي:** پادىشاھ ياكى ئەمىرلەرنىڭ ئورنى ياكى دەرىجىسى.

**اَلْمَنْدُوبُ السَّامِي:** تولۇق ھوقۇقلۇق ۋەكىل (جاھانگىر دۆلەتلەرنىڭ مۇستەملىكە دۆلەتلەردە تۇرۇشلۇق ۋەكىلى).

**سَانِحٌ ج سَوَانِحُ م سَانِحَةٌ ج سَانِحَاتٌ:** پۇرسەت، پەيت، غەنىيمەت ۋاقىت، ياخشى پەيت، ياخشى پۇرسەت.

**سَوَانِحُ الظُّرُوفِ:** ياخشى پۇرسەت، پايدىلىق شارائىت.

**اَلْفُرْصَةُ السَّانِحَةُ:** ياخشى پۇرسەت، پايدىلىق پەيت.

**السَّانِحَةُ:** تاسادىپىي مەيدانغا چىققان ئىدىيە، ئۇشتۇمتۇت كاللىغا كەلگەن پىكىر، ئىلھام.

**سَانَدَ يُسَانِدُ مُسَانَدَةً:** ياردەملەشتى، قوللاشتى.

**«كَانَ بِحَاجَةٍ إِلَى الْمُسَانَدَةِ فِي مِحْنَتِهِ فَسَانَدْتُهُ»:** بېشىغا كۈن كېلىپ ياردەمگە موھتاج بولۇپ قاپتىكەن، مەن ئۇنىڭغا ياردەم بەردىم.

**سَانِعٌ:** نازۇك، نازاكەتلىك، ئەۋرىشىم، چىرايلىق، يۇمشاق، يۇمران؛ ساھىبجامال.

**سَانَهَ يُسَانِهُ مُسَانَهَةً الرَّجُلَ:** بىر يىللىق ئىشچى ياللىدى، بىر يىللىق ياللاپ ئىشلەتتى، بىر يىللىق توختام تۈزدى.

**سَانَهَ النَّخْلَةُ:** خورما يىل ئاتلاپ مېۋە بەردى.

**سَانَى يُسَانِي مُسَانَاةً الرَّجُلَ:** كېلىشىم تۈزۈشتى، بىر يىللىق توختام تۈزدى، بىر يىللىق ياللىدى.

**سَانِيَةٌ ج سَوَانٍ:** سۇ چاقپىلىكى، سۇ چىغىرىقى؛ سۇ چاقپىلىكىگە قوشۇلغان تۆگە.

**سَاهِدٌ:** ئۇيقۇسى قاچقان، ئۇيقۇسىز.

**سَاهِرٌ ج سُهَّارٌ، سَهْرَانٌ:** ئۇخلىماي تاڭ ئاتقۇزغۇچى، تۈنەكۈچى.

**سَاهِرَةٌ:** يەر يۈزى، كەڭ زېمىن، يەر – جاھان؛ مەھشەرگاھ؛ كېچىچە يېنىقلىق تۇرىدىغان كېچىلىك لامپۇچكا.

**«فَإِذَا هُمْ بِالسَّاهِرَةِ» «قرآن»:** ئۇلار (جەسەتلەر) خالايىق (يەر ئاستىدىن) زېمىن ئۈستىگە چىقىپ قالىدۇ.

**سَاهِقٌ:** ھالاك بولغۇچى؛ قاتتىق تەشنا بولغۇچى؛ چىرايى ئۆڭۈپ كەتكۈچى.

**سَاهِكٌ:** كۆز ئاغرىقى.

**سَاهِكَةٌ ج سَوَاهِكُ:** قاتتىق بوران.

**سَاهَلَ يُسَاهِلُ مُسَاهَلَةً:** يول قويدى، كەڭچىلىك بىلەن مۇئامىلە قىلدى، ئىختىيارىغا قويۇۋەتتى.

**سَاهَمَ يُسَاهِمُ مُسَاهَمَةً:** چەك تارتتى، چەك تاشلىدى.

**«فَسَاهَمَ فَكَانَ مِنَ الْمُدْحَضِينَ» «قرآن»:** ئۇلار چەك تاشلاشتى، يۇنۇس (چەكتە) مەغلۇپ بولغانلاردىن بولۇپ (دېڭىزغا تاشلاندى).

**سَاهَمَ فِي الشَّيْءِ أَوِالْأَمْرِ:** قاتناشتى.

**«سَاهَمُوا جَمِيعًا فِي الدِّفَاعِ عَنِ الْمَدِينَةِ»:** شەھەرنى قوغداشقا ھەممەيلەن قاتناشتى.

**سَاهِمٌ:** ئاجىز، زەئىپ، ھالسىز.

**«وَأَيْتُهُ سَاهِمًا فَسَأَلْتُهُ عَمَّا بِهِ»:** ئۇنىڭ تاتىرىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ، نېمە بولغانلىقىنى سورىدىم.

**سَاهِمَةٌ ج سَوَاهِمُ:** ئاجىز ئورۇق تۆگە.

**«لَهَا عَيْنَانِ سَاهِمَتَانِ»:** ئۇنىڭ ئىككى كۆزى نۇرسىز ئىدى.

**سَاهُورٌ:** ئاي قوتىنى؛ ئاي گەردىشى (ئاي ئەتراپىدىكى ئاق ياكى رەڭدار چەمبەرلەر).

**سَاهٍ ج سُهَاةٌ وَ سَاهُونَ:** سەۋەنلىك قىلغۇچى سەل قارىغۇچى، دىققەتسىز، غەپلەتتە قالغۇچى، پەلپەتىش، بېپەرۋا.

**«فَوَيْلٌ لِلْمُصَلِّينَ الَّذِيْنَهُم عَنْصَلَاتِهِمْسَاهُوْنَ»**

**«قرآن»:** شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋايكى، ئۇلار نامازنى غەپلەت بىلەن ئوقۇيدۇ.

**سَاهَى يُسَاهِي مُسَاهَاةً الرَّجُلَ:** بىخەستەلىك قىلدى، بىپەرۋالىق قىلدى.

**سَاوَدَ يُسَاوِدُ مُسَاوَدَةً:** ئالدامچىلىق قىلدى، ساختىپەزلىك قىلدى؛ قاراڭغۇ كېچىدە ئۇچراشتى؛ رەڭگى قارىلىقتا بېسىپ چۈشتى؛ مەرتىۋىدە ئۈستۈنلۈك قازاندى؛ پىچىرلاشتى.

**سَاوَدَ الْأَسَدَ:** شىرنى قوغلىۋەتتى، شىرنى ھەيدىۋەتتى.

**سَاوَرَ يُسَاوِرُ مُسَاوَرَةً:** ھۇجۇم قىلدى، شىددەت بىلەن ئېتىلدى، زەربە بەردى.

**سَاوَرَتْهُ الْهُمُومُ:** ئۇنى غەم بېسىۋالدى.

**سَاوَسَ يُسَاوِسُ مُسَاوَسَةَ الطَّعَامَ:** ئاشلىققا قۇرت چۈشتى.

**سَاوَعَ يُسَاوِعُ مُسَاوَعَةً:** ياللىدى، ياللاپ ئىشلەتتى، كىرا قىلدى، كىراغا ئالدى.

**سَاوَمَ يُسَاوِمُ مُسَاوَمَةً بِالسِّلْعَةِ:** سودىلاشتى، باھاسىنى تالاشتى، تالاش ـ تارتىش قىلدى.

**«هَذَا الرَّجُلُ يُسَاوِمُ وَلَا يَشْتَرِي»:** بۇ كىشى باھا تالىشىدۇ، سېتىۋالمايدۇ.

**سَاوَى يُسَاوِي مُسَاوَاةً:** تەڭلەشتى، باراۋەر بولدى.

**«حَتَّى إِذَا سَاوَى بَيْنَ الصَّدَفَيْنِ قَالَ انْفُخُوا»:** (تۆمۈر پارچىلىرى دۆۋىلىنىپ) ئىككى تاغنىڭ ئارىسى تەكشى بولغاندا، كۆيۈكلەرنى بېسىڭلار.

**سَاوَاهُ بِغَيْرِهِ:** باراۋەر قىلدى؛ ئۇنى باشقىسىغا تەڭلەشتۈردى.

**سَاوَى بَيْنَهُمَا:** تەرتىپكە سالدى، رەتكە سالدى، ئۇلارنى باراۋەر قىلدى، ئەپلەشتۈردى.

**«هَذَا الْخَطُّ يُسَاوِي ذَاكَ فِي الطُّولِ»:** بۇ لىنىيىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ئۇ لىنىيىنىڭكى بىلەن باراۋەر.

**«هَذَا الْكِتَابُ يُسَاوِي وَزْنَهُ ذَهَبًا»:** بۇ كىتابنىڭ ۋەزنى ئالتۇنغا باراۋەر تۇرىدۇ.

**سَايَرَ يُسَايِرُ مُسَايَرَةً:** بىرگە ماڭدى، بىرگە يۈردى، ھەمسەپەر بولدى.

**سَايَرَ الظُّرُوفَ:** شارائىتقا ماسلاشتى.

**سَايَرَهُ:** ماسلاشتى، رايىغا باقتى، مادارا قىلدى، يول قويدى، ئۆز مەيلىگە قويدى.

**سَايَسَ يُسَايِسُ مُسَايَسَةَ الْقَوْمَ:** ئىدارە قىلدى، باشقۇردى.

**سَايَقَ يُسَايِقُ مُسَايَقَةً:** قىلمىچۇازلىق قىلدى، قىلمىچۇازلىق قىلمىشتى، قىلمىچۇازلىق جېڭى قىلىشتى.

**سَايَلَ يُسَايِلُ مُسَايَلَةً:** سورىدى، سۈرۈشتۈردى.

**سَائِبٌ م سَائِبَةٌ ج سُيَّبٌ و سَوَائِبُ:** قويۇپ بېرىلگەن، تاشلىۋېتىلگەن، ئەركىن، ئازاد، يېشىۋېتىلگەن؛ ئۆز مەيلىگە قويۇۋېتىلگەن ھايۋان، جاھىلىيەت دەۋرىدە ئىلاھلارغا ۋەخپە قىلىنىپ مەيلىگە قويۇپ بېرىلگەن تۆگە.

**ضِلْعٌ سَائِبٌ:** تاشلىۋېتىلگەن قوۋۇرغا، چۆرۈۋېتىلگەن.

**سَائِخٌ:** ئاققۇچى، ئېرىگۈچى.

**سَائِحٌ ج سُيَّاحٌ وَ سَائِحُونَ:** ساياھەتچى، سەيلە قىلغۇچى.

**سَائِدٌ ج سَادَةٌ وَ سَادَاتٌ:** ئۈستۈنلۈك، قازانغۇچى، غەلىبە قىلغۇچى، كۆزگە كۆرۈنگەن، مۇھىم؛ ھۆكۈمرانلىق قىلغۇچى، ئەپەندى، خوجايىن، باشلىق، داھىي، ئىدارە قىلغۇچى، ھۆكۈمران.

**سَائِرٌ**: ماڭغۇچى، يۈتكەلگۈچى، ھەرىكەتلەنگۈچى، ئىلگىرىلىگۈچى، ئاققۇچى؛ ئاشقان، قالدۇق، ئاشقان ـ تاشقان.

**اَلْمَثَلُ السَّائِرُ**: ئېقىپ يۈرگەن تەمسىل، كەڭ تارقالغان تەمسىل.

**سَائِرٌ عَلَى الْأَقْدَامِ**: پىيادە ماڭغۇچى.

**«عَادُوا إِلَى بُيُوتِهِمْ سَائِرِينَ عَلَى أَقْدَامِهِمْ»**: ئۇلار پىيادە مېڭىپ ئۆيلىرىگە قايتىشتى.

**سَائِرُ الشَّيْءِ**: نەرسىنىڭ قالغىنى، قوشۇمچە، ئارتۇقچە.

**سَائِرُ النَّاسِ**: ھەممە ئادەم، بارلىق كىشىلەر.

**«حَضَرَ الْحَفْلَ سَائِرُ أَفْرَادِ الْأُسْرَةِ»**: مۇراسىمغا ئائىلە ئەزالىرىنىڭ ھەممىسى قاتناشتى.

**سَائِسٌ ج سَاسَةٌ وَ سُوَّاسٌ**: باشقۇرغۇچى، مۇدىر، دىرېكتور، مەمۇرىي ئادەم؛ سىياسەتچى، سىياسىيون؛ خىزمەتچى.

**سَائِسُ الدَّوَابِّ**: ئات باقار، ئات باققۇچى، پادىچى، مالچى.

**سَائِسُ الطَّيَّارَةِ**: ئايروپىلان يول باشلىغۇچىسى.

**سَائِغٌ. سَيِّغٌ وَ أَسْوَاغٌ**: لەززەتلىك، مېزىلىك؛ جائىز، مۇباھ.

**«هَذَا عَذْبٌ فُرَاتٌ سَائِغٌ شَرَابُهُ» (قۇرئان)**: بۇنىڭ (يەنى دەريانىڭ) سۈيى تاتلىق، تەملىك بولۇپ (كالىدىن) سىلىق ئۆتىدۇ.

**«هَذَا التَّصَرُّفُ لَيْسَ سَائِغًا»**: بۇ ھەرىكەت يوللۇق ئەمەس.

**سَائِقٌ ج سَاقَةٌ وَ سُوَّاقٌ وَ سَائِقُونَ**: ھەيدىگۈچى، شوپۇر.

**سَائِقُ السَّيَّارَةِ**: ماشىنا شوپۇرى.

**سَائِقُ الْقِطَارِ**: پويىز ھەيدىگۈچى.

**سَائِقُ الطَّائِرَةِ**: لېيوتچىك، ئۇچقۇچى.

**سَائِلٌ ج سَائِلُونَ وَ سُؤَّلٌ وَسَأَلَةٌ**: سورىغۇچى، سوئال سورىغۇچى، تىلەمچى، سائىل، سۇيۇقلۇق، ئاقار جىسىم.

**«وَأَمَّا السَّائِلَ فَلَا تَنْهَرْ» (قۇرئان)**: سائىلغا قوپاللىق قىلما.

**«وَفِي أَمْوَالِهِمْ حَقٌّ لِلسَّائِلِ وَالْمَحْرُومِ» (قۇرئان)**: ئۇلارنىڭ پۇل ـ ماللىرىدا سائىللار ۋە موھتاجلار ھوقۇقىقا ئىگە ئىدى.

**سَائِلٌ ج سُيُولٌ وَ سَوَائِلُ**: ئاققۇچى، سۇيۇقلۇق، سۇيۇقلۇق جىسىم، ئاقار جىسىم.

**سَوَائِلُ الْوُقُودِ**: يېقىلغۇ سۇيۇقلۇقى، كۆيىدىغان سۇيۇقلۇق.

**«اَلْمَاءُ وَالزَّيْتُ مِنَ السَّوَائِلِ»**: سۇ ۋە ماي سۇيۇقلۇق ماددىغا كىرىدۇ.

**سَائِمٌ م سَائِمَةٌ ج سَوَائِمُ**: سەرگەردان؛ ئوتلاقتا بېقىلغان چارۋا، چارۋا، چارۋا ـ مال، ئۆي ھايۋانلىرى.

**كَلْبٌ سَائِمٌ**: لالما ئىت.

**سَآمَةٌ**: زېرىكمەك، ئىچى پۇشماق.

**سُؤَالٌ ج أَسْئِلَةٌ و سُؤَالَاتٌ**: تىلەك، ئارزۇ، ئۆتۈنۈش؛ سوراق، سوئال، تەلەپ.

**«أَجَابَ الرَّئِيسُ عَنْ أَسْئِلَةِ الصَّحَفِيِّينَ بِصَرَاحَةٍ»**: رەئىس مۇخبىرلارنىڭ سوئاللىرىغا ئوچۇق جاۋاب بەردى.

**«شَمِلَتْ وَرَقَةُ الِامْتِحَانِ أَسْئِلَةً صَعْبَةً»**: ئىمتىھان قەغىزى قىيىن سوئاللارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

**سَئَّالٌ**: كۆپ سورايدىغان ئادەم، تولا سوئال سورايدىغان ئادەم.

**سَأَبَ يَسْأَبُ سَأْبًا**: بوغۇپ ئۆلتۈردى، ئېسىپ ئۆلتۈردى.

**سَأْبٌ ج سُئُوبٌ**: چوڭ تۇلۇم.

**سُؤْبَانٌ**: مالنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرۇشقا ماھىر.

**سَأَرَ يَسْأَرُ سَأْرًا الشَّارِبُ**: سۇ ئىچكۈچى سۇنى ئاشۇرۇپ قويدى، قالدۇرۇپ قويدى.

**سَئِدَ يَسْأَدُ سَأَدًا الْجُرْحُ**: يارا يېرىلدى، يارا ئېغىز ئالدى.

**سَئِرَ يَسْأَرُ سَأْرًا الشَّيْءُ**: نەرسە ئېشىپ قالدى، قالدۇق بولۇپ قالدى.

**سُؤْرٌ ج آسَارٌ**: ئېشىپ قالغان سۇ، بىر نەرسىنىڭ ئېشىپ قالغىنى.

**سَأْسَأَ يُسَأْسِئُ سَأْسَأَةً بِالْحِمَارِ**: ئېشەكنى ھەيدىدى.

**سَأْسَأَ الْمَاءُ**: سۇ ئاقتى.

**سَأَقَ يَسْأَقُ سَأْقًا يَدَهُ**: قولى يېرىلىپ كەتتى.

**سَأَقٌ:** خورما يوپۇرمىقى؛ قوپىرۇق تۈكى.

**سَأَلَ يَسْأَلُ سُؤَالاً وَ مَسْأَلَةً عَنْ أَمْرٍ وَبِهِ:** سورىدى، سۈرۈشتۈردى، دېرىكىنى قىلدى.

**«وَإِذَاسَأَلَكَعِبَادِيعَنِّيفَإِنِّيقَرِيبٌ» «قرآن»:** مېنىڭ بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرىلىق سورىسا (ئۇلارغا ئېيتقىنكى)، مەن ھەقىقەتەن ئۇلارغا يېقىنمەن.

**«يَسْأَلُكَ النَّاسُ عَنِ السَّاعَةِ قُلْ إِنَّمَا عِلْمُهَا عِنْدَ اللَّهِ» «قرآن»:** كىشىلەر سەندىن قىيامەتنىڭ ۋاقتىنى سورايدۇ. «ئۇنى (مەن بىلمەيمەن) پەقەت ئاللاھ بىلىدۇ» دېگىن.

**سَأَلَ الشَّخْصَ الشَّيْءَ:** بىر نەرسە بېرىشنى سورىدى، تەلەپ قىلدى.

**«قُلْ لاَأَسْأَلُكُمْ عَلَيْهِأَجْرًا» «قرآن»:** «سىلەردىن ھېچقانداق ھەق تەلەپ قىلمايمەن».

**سَأَلَ عَنْ حَالِهِ:** ئۇنىڭ ھالىنى سورىدى، ئۇنىڭدىن ئەھۋال سورىدى.

**سَأَلَ الشَّخْصَ:** سەدىقە تىلىدى.

**«سَأَلَ الْمُحْتَاجُ الْبَخِيلَ فَلَمْ يُعْطِهِ شَيْئًا»:** ھاجەتمەن ئادەم بېخىلدىن بىر نەرسە سورىۋىدى، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسە بەرمىدى.

**سُولٌ. سُؤْلَةٌ:** تەلەپ قىلىنغان نەرسە، سورالغان نەرسە، سوئال قىلىنغان نەرسە، سورىلىدىغان نەرسە.

**«قَالَ قَدْ أُوتِيتَ سُؤْلَكَ يَا مُوسَى» «قرآن»:** ئاللاھ ئېيتتى: «ئى مۇسا! سېنىڭ سورىغان نەرسىلىرىڭ ساڭا بېرىلدى.»

**سَئِمَ يَسْأَمُ سَأَمًا وَسَآمَةً الشَّيْءَ:** رايى يېنىپ كەتتى، كۆڭلى قايتتى، زېرىكتى.

**«يُسَبِّحُونَلَهُبِاللَّيْلِ وَالنَّهَارِوَهُمْ لاَ يَسْأَمُونَ» «قرآن»:** ئۇلار كېچە ـ كۈندۈز ئاللاھقا تەسبىھ ئېيتىپ تۇرىدۇ. ئۇلار مالال بولۇپ قالمايدۇ.

**سَأَمٌ:** زېرىكمەك، ئىچى پۇشماق.

**سَئُولٌ:** كۆپ سورايدىغان ئادەم، تولا سوئال سورايدىغان ئادەم.

**سَئُومٌ ج سَئُومُونَ:** زېرىككەك ئادەم.

**«ظِئْرٌ رَؤُومٌ خَيْرٌ مِنْ أُمٍّ سَؤُومٍ»:** زېرىككەك ئانىدىن مېھرىبان ئىنىك ئانا ياخشى.

**سَبَأَ يَسْبَأُ سَبْأً الْجِلْدَ:** تېرىنى سويدى.

**سَبَأَ الجِلْدَ بِالنَّارِ:** تېرىنى كۆيدۈردى، قۇيقۇلىدى.

**سَبَأَ الْخَمْرَ:** ھاراق سېتىۋالدى.

**سَبَأَ الرَّجُلَ:** قول ئېلىشىپ كۆرۈشتى.

**سَبَأٌ:** سەبە (قەدىمكى يەمەن قەبىلىسىنىڭ ئىسمى) بىلقىسنىڭ يۇرتىنىڭ ئىسمى.

**«وَجِئْتُكَ مِنْ سَبَاءٍ بِنَبَاءٍ يَقِينٍ» «قرآن»:** ساڭا مەن سەبەئدىن (يەمەندىكى سەبەشەھىرىدىن) بىر مۇھىم خەۋەر ئېلىپ كەلدىم.

**سِبَاءٌ:** ھاراق؛ ھاراق سېتىۋالماق.

**سَبَاءٌ:** كەلكۈندە تۈپلىشىپ قالغان شاخ ـ شۇمبا.

**تَفَرَّقُوا أَيْدِي سَبَأٍ:** چېچىلىپ كەتتى، بۆلىنىپ كەتتى، تىرىپىرەن بولۇپ كەتتى، تىرىپىرەن بولۇپ كەتتى، تەرەپ ـ تەرەپكە پېتىراپ كەتتى.

**سِبَابٌ:** تىللاشماق.

**سُبَاتٌ:** ئارام ئېلىش، راھەت؛ ھوشسىزلىق (تېبىبىدا)؛ ھايۋاناتلارنىڭ ئۈچەككە كىرىشى؛ ئۇيقۇ.

**«وَجَعَلْنَا نَوْمَكُمْ سُبَاتًا» «قرآن»:** ئۇيقۇنى سىلەرنىڭ (بەدىنىڭلار ئۈچۈن) راھەت قىلدۇق.

**«إِسْتَيْقِظْ مِنْ سُبَاتِكَ»:** ئۇيقۇڭدىن ئويغان.

**إِبْنَا سُبَاتٍ:** كېچە بىلەن كۈندۈز.

**سُبَاتِيٌّ:** بويۇن ئارتېرىيىسى، بويۇن قىزىل تومۇرى.

**سِبَاحَةٌ:** سۇ ئۈزمەك.

**سِبَاحَةٌ حُرَّةٌ:** ئەركىن سۇ ئۈزۈش.

**حَمَّامُ السِّبَاحَةِ:** سۇ ئۈزۈش كۆلچىكى، سۇ ئۈزۈش كۆلى.

**«مَعَ أَنَّ هُنَاكَ مَسْبَحًا فِي الْمَدْرَسَةِ إِلاَّأَنَّهُ يُفَضِّلُ السِّبَاحَةَ فِي النَّهْرِ»:** مەكتەپتە سۇ ئۈزۈش كۆلى بولسىمۇ، ئەمما ئۇ دەريادا سۇ ئۈزۈشنى ياخشى كۆرىدۇ.

**سِبَاحَةٌ عَلَى الظَّهْرِ:** ئارقىچىلاپ سۇ ئۈزۈش،

**سَدَلَ السِّتَارَ:** پەردىنى چۈشۈرۈۋەتتى، پەردىنى قويۇۋەتتى.

**سَدَلَ الثَّوْبَ:** كىيىمنى يىرتتى.

**سَدَلَ فِي الْبِلَادِ:** شەھەر ئايلاندى.

**سُدْلٌ. سِدْلٌ ج سُدُولٌ وَ أَسْدَالٌ:** پەردە، ملەڭزە.

**«كَانَ الِسُّدْلُ مُرْخًى فَلَمْ نَسْتَطِعْ أَنْ نَرَى مَا وَرَاءَهُ»** : پەردە چۈشۈرۈكلۈك ئىدى، شۇنىڭ ئۈچۈن پەردە ئارقىسىدىكى نەرسىنى كۆرەلمەدۇق.

**أَرْخَى اللَّيْلُ سُدُولَهُ:** (كېچە پەردىلىرىنى چۈشۈردى) زۇلمەت باستى.

**سَدَمَ يَسْدَمُ سَدْمًا:** (ئىشىكنى) ياپتى، ئەتتى، دەم سالدى، دەم بىلەن تاقىدى.

**سَدِمَ يَسْدَمُ سَدْمًا:** قايغۇردى، نادامەت چەكتى، پۇشايمان قىلدى، ئۆكۈندى، پەندىيات قىلدى، ئەپسۇسلاندى.

**سَدَمٌ:** پۇشايمان، ئۆكۈنۈش، نادامەت، ئەپسۇسلىنىش.

**سَدَمٌ. سَدِمٌ. سِدْمٌ ج أَسْدَامٌ:** سېسىق سۇ.

**سَدَنَ يَسْدِنُ سَدْنًا وَ سَدَانَةً وَ سِدَانَةً:** كەئبىنىڭ خىزمىتىنى قىلدى، بۇتلارغا قاردى (جاھىلىيەتتە).

**سَدُوسٌ. سُدُوسٌ:** يېشىل چاپان، يېشىل يەكتەك، يېشىل تون.

**سَدًى:** ئۆرۈش.

**سُدًى:** بىكار، پايدىسىز، نەتىجىسىز، بىھۇدە.

**«أَيَحْسَبُ الْإِنْسَانُ أَنْ يُتْرَكَ سُدًى» ‹قرآن›** : ئىنسان ئۆزىنى بىكار قويۇپ بېرىلىدۇ دەپ ئويلامدۇ.

**سَدِيدٌ:** مۇۋاپىق، توغرا، ئۇيغۇن، دۇرۇس.

**جَوَابٌ سَدِيدٌ:** توغرا جاۋاب.

**فِعْلٌ سَدِيدٌ:** توغرا ئىش.

**قَوْلٌ سَدِيدٌ:** توغرا سۆز.

**سَدِيدُ الرِّمَايَةِ:** مەرگەن، پالۋان.

**سَدِيرٌ:** ئۈچ بۇرجەكلىك بىنا؛ ئۈچ كىچىك گۈمبەزلىك چوڭ گۈمبەز.

**سَدِيرُ النَّخْلِ:** خورما دەرەخ تۈپى.

**سَدِيسٌ ج سُدُسٌ:** ئالتىنچى قىسىم؛ ئالتە چىشلىق ھايۋان.

**سَدِيلٌ ج سُدُلٌ وَ سَدَائِلُ وَ أَسْدَالٌ:** پەردە؛ چېدىر.

**سَدِيمٌ ج سُدُمٌ وَ أَسْدَامٌ وَ سِدَامٌ:** تۇمان، تۇمانلىق بۇلۇت، تۇتەك.

**اَلسَّدِيمُ ج سُدُمٌ:** يۇلتۇزلار تۈركۈمى.

**سَدِينٌ:** سېمىز گۆش؛ قان؛ قوي يوڭى؛ پەردە.

**سَذَابٌ:** سوزاپ.

**سَذَاجَةٌ:** ئاددى، نوقۇل، تۈز، ساددا، ئادەتتىكىدەك.

**«عُرِفَ بِسَذَاجَتِهِ»** : ئۇ كوللىقى بىلەن مەشھۇر.

**سَرَا يَسْرُو سَرْوًا وَ سِرَاءً وَ سَرَاوَةً:** ئۇلۇغ بولدى، شەرەپ قازاندى.

**سَرَابٌ:** ئىزىتقۇ؛ سەرراپ؛ تومۇز.

**«أَعْمَالُهُمْ كَسَرَابٍ بِقِيعَةٍ يَحْسَبُهُ الظَّمْآنُ مَاءً» ‹قرآن›** : كۇففارلارنىڭ ئەمەللىرى باياۋاندىكى سەراپقا ئوخشايدۇ، تەشنا ئادەم ئۇنى سۇ دەپ گۇمان قىلىدۇ.

**سَرَاةٌ ج سَرَوَاتٌ:** بەل، دۈمبە؛ چۈش ۋاقتى، ئەڭ يۇقىرى پەللە.

**سَرَوَاتُ الْقَوْمِ** : قەۋمنىڭ باشچىلىرى، قەۋمنىڭ كاتتىباشلىرى، قەۋم سەردارلىرى، قەۋم رەھبەرلىرى، يۇرت چوڭلىرى.

**سِرَاجٌ ج سُرُجٌ:** چىراغ، پانۇس، قارا چىراغ، جىن چىراغ.

**«وَجَعَلَ الْقَمَرَ فِيهِنَّ نُورًا وَجَعَلَ الشَّمْسَ سِرَاجًا» ‹قرآن›** : ئاينى ئۇلاردا (يەنى دۇنيانىڭ ئاسمىنىدا) نۇر قىلدى، كۈننى (نۇر چاچقۇچى) چىراغ قىلدى.

**سِرَاجُ اللَّيْلِ:** يالتىراق قوڭغۇز، پارقىراق قوڭغۇز.

**سِرَاجَةٌ:** چىراغچىلىق كەسپى، چىراغ ياسىغۇچى؛ چىراغ ساتقۇچى.

**سَرَاحٌ:** قويۇۋېتىش، تارقىتىۋېتىش، ئاجرىشىپ

كەتمەك.

**أَطْلَقَ سَرَاحَهُ:** ئۇنى قويۇۋەتتى، بوشاتتى.

**مُطْلَقَ السَّرَاحِ:** ئەركىن قويۇۋېتىلگەن، چەكلىمىگە ئۇچرىمايدىغان.

**سِرَادٌ:** بېگىز: جۇۋالدۇرۇز.

**سُرَادِقٌ ج سُرَادِقَاتٌ:** چېدىر، پەردە، تۇتۇن.

**«إِنَّا أَعْتَدْنَا لِلظَّالِمِينَ نَارًا أَحَاطَ بِهِمْ سُرَادِقُهَا» «قرآن»:** بىز ھەقىقەتەن كۇففارلار ئۇچۇن تۇتۇن پەردىلىرى ئۇلارنى ئورىۋالىدىغان ئوتنى تەييارلىدۇق.

**سِرَاطٌ:** داغدام يول.

**سُرَاطٌ:** ئۆتكۈر، ئېتتىك، (بىسلىق نەرسىنىڭ).

**سُرَاطِيٌّ:** ئۆتكۈر (نەيزە)؛ تېز (ئات).

**سَرَاوِيلُ ج سَرَاوِيلَاتٌ:** ئىشتان، شىم.

**سَرَأَ يَسْرَأُ سَرْأً السَّمَكَةُ أَوِ الْجَرَادَةُ:** بېلىق ياكى چېكەتكە تۇخۇملىدى، تۇخۇم چىقاردى.

**سَرَأَتِ الْمَرْأَةُ:** ئاياللىق بالىلىرى كۆپەيدى، بالىلىرى كۆپ بولدى.

**سِرْءٌ. سَرْءٌ. سِرْأَةٌ:** لېچىنكا، چېكەتكە تۇخۇمى، بېلىق تۇخۇمى.

**سَرِبَ يَسْرَبُ سَرَبًا الْمَاءُ وَ نَحْوُهُ:** سۇ تەپچىرىدى، ئاقتى، سىزىپ چىقتى، ئېقىپ كەتتى.

**سَرِبَ دَمْعُهُ:** يېشى ئاقتى.

**سَرَبَ يَسْرُبُ سُرُوبًا الْمَاءُ وَ نَحْوُهُ:** ئاقتى، چىقىپ كەتتى.

**سَرَبَ الدَّابَّةُ:** چارۋا ئوتلىدى، چارۋا يايلىدى، چارۋا ئوتلاقا ماڭدى، چارۋا ئوتلاشقا كەتتى.

**سَرَبَ الْإِبِلُ:** تۆگىلەرنى توپ - توپ چىقاردى.

**سَرَبَ فِي الْأَرْضِ:** ئۇدۇل كەلگەن ياققا كەتتى.

**سَرَبَتِ الْأَفْعَى مِنْ مَخْبَئِهَا:** زەھەرلىك يىلان ئۇۋىسىدىن چىقتى.

**سَرَبٌ ج أَسْرَابٌ:** تونىل، لەخمە، يەر ئاستى يول، يەر ئاستى ئۆي؛ ئاققان سۇ.

**«فَاتَّخَذَ سَبِيلَهُ فِي الْبَحْرِ سَرَبًا» «قرآن»:** بېلىق دەرياغا يول ئېلىپ كىرىپ كەتتى.

**سِرْبٌ ج أَسْرَابٌ:** بىر توپ (قۇش ياكى ھايۋانلارنىڭ بىر توپى)؛ كۆپ، نۇرغۇن، بىرلەشمەك، فىلوت.

**سِرْبُ طُيُورٍ:** بىر توپ قۇش.

**سِرْبٌ مِنَ الطَّائِرَاتِ:** ئۇچقۇچىلار كىچىك ئەترىتى.

**قَائِدُ سِرْبٍ:** ھاۋا ئارمىيە قوماندانى.

**سِرْبٌ مِنَ النِّسَاءِ:** ئاياللار توپى، ئاياللار جامائەسى.

**فِي غَيْرِ سِرْبِهِ:** مۇساپىر، يات قەۋم ئىچىدە.

**آمِنٌ فِي سِرْبِهِ:** ئائىلە ۋە مال - مۈلكىدىن خاتىرجەم بولغۇچى.

**سَرِبٌ:** ئاققۇچى.

**مَاءٌ سَرِبٌ:** ئېقىن سۇ.

**سُرْبَةٌ ج سُرَبٌ وَ سُرَبٌ:** بىر توپ (قۇش ياكى ھايۋانلارنىڭ بىر توپى)؛ مەيدىكى موي؛ يول.

**سُرْبَاحٌ:** چوڭ قۇملۇق، چۆل جەزىرە، باياۋان.

**سِرْبَالٌ ج سَرَابِيلُ:** كىيىم - كېچەك، كۆڭلەك، جىلىتكە، مايكا.

**«وَجَعَلَ لَكُمْ سَرَابِيلَ تَقِيكُمُ الْحَرَّ وَسَرَابِيلَ تَقِيكُمْ بَأْسَكُمْ» «قرآن»:** سىلەرگە ئىسسىقتىن (ۋە سوغۇقتىن) ساقلىنىدىغان كىيىملەرنى، ئۇرۇشتا سىلەرنى (زىيان - زەخمەتتىن) ساقلايدىغان تۆمۈر كىيىملەرنى تەييار قىلدى.

**«لاَأَخْلَعُ سِرْبَالاً سَرْبَلَنِيهِ اللَّهُ» «من قول عثمان»:** ئاللاھ ماڭا كىيگۈزگەن كىيىمنى ھەرگىز سالمايمەن.

**سَرْبَلَ يُسَرْبِلُ سَرْبَلَةً السِّرْبَالَ:** كىيدۈردى، كىيىم كىيدۈردى.

**سَرَجَ يَسْرُجُ سَرْجًا الرَّجُلُ الْخَبَرَ:** يالغان ئېيتتى، توقۇپ چىقاردى.

**سَرَجَتِ الْمَرْأَةُ:** ئايال چېچىنى تارىدى، ئايال چېچىنى ئۆرۈپ تارىدى.

**سَرِجَ يَسْرَجُ سَرَجًا الرَّجُلُ:** يۈزى چىرايلىق بولدى.

**سَرْجٌ ج سُرُوجٌ:** ئېگەر.

**سِرْجِينٌ:** قىغ، تېزەك، ماياق، گەندە - سۈيدۈك.

**سَرَحَ يَسْرَحُ سَرْحًا وَ سُرُوحًا:** ئەتىگەن چىقتى.

**«وَلَكُمْ فِيهَا جَمَالٌ حِينَ تُرِيحُونَ وَحِينَ تَسْرَحُونَ» «قرآن»:** ئۇلارنى كەچتە ئوتلاقتىن قايتۇرۇپ كەلگەن ۋە ئەتىگەندە ئوتلاقفا ئېلىپ چىققان ۋاقىتلاردا، چارۋا ماللار سىلەرگە زىننەت بولۇپ (خۇشاللىق بېغىشلايدۇ).

**سَرَحَتِ الْمَوَاشِي:** چارۋا ئوتلىدى.

**سَرَحَ فِي أَعْرَاضِ النَّاسِ:** كىشىلەرنىڭ غەيۋىتىنى قىلدى.

**سَرَحَ بِالْبَصَرِ:** بىراقلا قارىدى، يالت قىلىپ قارىدى.

**«سَرَحَ الْعُمَّالُ إِلَى أَعْمَالِهِمْ»:** ئىشچىلار ئىشقا ئەتىگەن چىقتى.

**يَسْرَحُ وَ يَمْرَحُ:** ياييرايدۇ، تۇسالغۇسىز، خالىغىنىنى قىلىدۇ.

**سَرِحَ يَسْرَحُ سَرْحًا الرَّجُلُ:** ئىشقا ئاسانلا چىقتى.

**سَرْحٌ. سَرْحَةٌ ج سُرُوحٌ:** ئات - ئۇلاق، ئۆي هايۋانلىرى، ئوتلاقتا قويۇۋېتىلگەن پادا.

**سِرْحَانٌ ج سَرَاحِينُ:** بۆرە؛ شىر؛ كۆلنىڭ ئوتتۇرىسى.

**سَرْخَسٌ:** قىرىق قۇلاق.

**سَرَدَ يَسْرُدُو سَرْدًا وَ سِرَادًا الشَّيْءَ:** نەرسىنى تەشتى، نەرسىگە كۆز ئاچتى، قوللىدى، قوشۇلدى؛ داۋاملاشتۇردى.

**سَرَدَ الشَّوَاهِدَ:** نەقىل كەلتۈردى، مىسال كەلتۈردى، دەلىل كەلتۈردى.

**سَرَدَ الْقِصَّةَ أَوْ نَحْوَ هَا:** رىۋايەت قىلدى، هېكايە قىلدى.

**سَرَدَ تَفَاصِيلَ الْمَوْضُوعِ:** تەپسىلىي سۆزلىدى، تەپسىلىي چۈشەندۈردى.

**سَرَدَ الْحَدِيثَ:** تەرتىپلىك سۆزلىدى.

**سَرَدَ الدِّرْعَ:** ساۋۇتنى سوقتى، ياسىدى.

**سَرَدَ الصَّوْمَ:** ئۈزۈلدۈرمەي روزا تۇتتى.

**سَرَدَ الْقُرْآنَ:** قۇرئاننى تېز ئوقۇدى.

**سَرْدٌ:** نەقىل كەلتۈرمەك، سىناتا ئالماق، بايان قىلماق؛ ئۇمۇر چاپان هالقىلىرى.

**«أَنِ اعْمَلْ سَابِغَاتٍ وَقَدِّرْ فِي السَّرْدِ» «قرآن»:** (بىز ئۇنىڭغا ئېيتتۇق) «مۇكەممەل ساۋۇتلارنى ياسىغىن، ساۋۇتلارنى ياساشتا (هالقىلىرىنى بىر - بىرىگە) تەكشى قىلغىن.»

**سَرْدٌ مَسَابِغُ بِانْتِظَامٍ:** ئۈزلۈكسىز نەقىل كەلتۈرۈش.

**سِرْدَابٌ ج سَرَادِيبُ:** تونېل؛ يەر ئاستى ئۆيى، لەخمە.

**سِرْدَاحٌ ج سَرَادِيحُ:** قاۋۇل چىشى تۆگە؛ ئەرەب كاۋچۇك دەرەخزارلىقى.

**سَرْدَقَ يُسَرْدِقُ سَرْدَقَةً الْمَكَانَ:** مەلۇم جايغا چېدىر تىكتى.

**سَرْدِينٌ:** سەردىن بېلىقى.

**سَرَّ يَسُرُّ سُرُورًا:** خۇش قىلدى، خۇشاللاندۇردى، شادلاندۇردى.

**«قَالَ إِنَّهُ يَقُولُ إِنَّهَا بَقَرَةٌ صَفْرَاءُ فَاقِعٌ لَوْنُهَا تَسُرُّ النَّاظِرِينَ» «قرآن»:** مۇسا ئېيتتىكى، «ئاللاھ ھەقىقەتەن ئۇنىڭ رەڭگى قارىغۇچىلارنى زوقلاندۇرىدىغان ساپسېرىق كالا بولسۇن دېدى».

**«سَرَّنِي نَجَاحُكَ»:** سېنىڭ مۇۋەپپەقىيىتىڭ مېنى خۇشال قىلدى.

**سَرَّ يَسُرُّ سِرًّا الشَّيْءَ:** يوشۇردى.

**«سَرَرْتُ سِرَّكَ فَلَمْ أَبُحْ بِهِ لِأَحَدٍ»:** سېنىڭ سىرىڭنى يوشۇردۇم، ئۇنى هېچ ئادەمگە دېمىدىم.

**سِرٌّ. سُرٌّ ج أَسْرَارٌ وَ أَسَارِيرُ:** سىر، مەخپىيەت، يوشۇرۇن نەرسە؛ پېشانە ۋە قولنىڭ سىزىقلىرى.

**«أَلَمْ يَعْلَمُوا أَنَّ اللَّهَ يَعْلَمُ سِرَّهُمْ وَ نَجْوَاهُمْ» «قرآن»:** ئاللاھنىڭ ئۇلارنىڭ ئىچكى سىرلىرىنى، (ئۆز ئارا قىلىشقان) يوشۇرۇن سۆزلىرىنى بىلىپ تۇرىدىغانلىقىنى ئۇلار ئۇقمامدۇ؟

**قَرَأَ فِي سِرِّهِ:** ئىچىدە ئوقۇدى، يوشۇرۇن ئوقۇدى.

**سِرٌّ غَامِضٌ أَوْ خَفِيٌّ:** يوشۇرۇن سىر.

**أَمِينُ السِّرِّ:** باش كاتىپ.

**كَاتِمُ السِّرِّ:** كاتىپ، سېكرېتار.

**كَلِمَةُ السِّرِّ:** پارول، مەخپىي بەلگە.

**سِرُّ اللَّيْلِ:** پارول، مەخپىي بەلگە.

**سِرُّ التُّجَّارِ:** سودىگەرلەر ئۇيۇشمىسىنىڭ باشلـقى.

**هُوَ سِرُّ هَذَا الْأَمْرِ:** بۇ ئىشنى ئوبدان بىلگۈچى، بۇ ئىشتىن تولۇق خەۋەردار.

**هُوَ فِي سِرِّ قَوْمِهِ:** قەۋمىنىڭ ئەڭ پەزىلەتلىك كىشىلىرىدىن.

**سُرٌّ ج أَسِرَّةٌ:** كىندىك پېغى.

**سِرًّا:** يوشۇرۇن، مەخپىي، ئاستىرتتىن، يەڭ ئىچىدە، سەزدۇرمەي، بىلدۇرمەي.

**سَرَرٌ:** كىندىك ئاغرىقى؛ ئاينىڭ ئاخىرقى كېچىسى؛ تۇغۇلغان بوۋاقنىڭ كىندىكىگە چاپلىشىقلىق نەرسە بولۇپ، كېسىپ تاشلىنىدۇ.

**سَرَّاءُ:** بەخت، باياشاتلىق، راھەت، ھالاۋەت، ئامەت، تەلەي، خۇشاللىق.

**فِي السَّرَّاءِ وَالضَّرَّاءِ:** راھەتتە، قىيىنچىلىقتا، خۇشاللىق ۋە خاپىلىقتا.

**«اَلَّذِينَ يُنْفِقُونَ فِي السَّرَّاءِ وَالضَّرَّاءِ» «قرآن»:** تەقۋادارلار كەڭچىلىكتىمۇ، قىيىنچىلىقتىمۇ ئاللاھ يولىدا (پۇل ـ مال) سەرپ قىلىدىغانلار.

**سُرَّاءٌ:** تۇخۇمدىن چىقىرىلغان، تۇخۇم ئارقىلىق كۆپەيگەن.

**سَرَّاجٌ ج سَرَّاجُونَ:** ئىگەر ياسىغۇچى، ئىگەر جابدۇق، يالغانچى.

**سَرَّاقٌ:** ئوغرى، يانچۇقچى.

**سَرَأَ يَسْرَأُ سَرْءًا الْجَرَادَةُ وَالسَّمَكَةُ:** چېكەتكە ۋە بېلىق تۇخۇم تۇغدى، تۇخۇملىدى.

**سَرَبَ يَسْرِبُ سَرْبًا الشَّيْءَ:** يوشۇرۇن ئۆتكۈزۈۋەتتى.

**سَرَّبَ إِلَيْهِ الْأَشْيَاءَ:** ئۇنىڭغا نەرسىلەرنى بىر ـ بىرلەپ بەردى.

**«سَرَّبَ إِلَى الْبِلَادِ بَعْضَ الْبَضَائِعِ الْمَمْنُوعَةِ»:** دۆلەتكە چەكلەنگەن بەزىماللار يوشۇرۇن كىردى.

**سَرَّبَ الْمَاءَ:** سۇنى ئېقىتتى، ئاققۇزدى.

**سُرَّةٌ ج سُرَرٌ وَ سُرَّاتٌ:** كىندىك؛ مەركەز.

**سُرَّةُ الْبَلَدِ:** شەھەر مەركىزى.

**سُرَّةُ الْوَادِي:** ۋادى ياكى جىرانىڭ ئەڭ مۇنبەت يېرى.

**اَلسُّرَّةُ مِنَ الْحَوْضِ:** كۆلنىڭ تېگى.

**سَرَجَ يَسْرِجُ سَرْجًا الشَّيْءَ:** زىننەتلىدى، بېزىدى.

**سَرَّجَ الْحِصَانَ:** ئاتقا ئىگەر توقىدى، ئاتنى ئىگەرلىدى.

**سَرَحَ يَسْرَحُ سَرْحًا:** ئەۋەتتى.

**سَرَّحَ الْمَوَاشِيَ:** چارۋىلارنى ئوتلاتتى، چارۋىلارنى باقتى.

**سَرَّحَ الْبَصَرَ فِي:** بىرلا قارىدى.

**سَرَّحَ اللّٰهُ فُلَانًا لِلْخَيْرِ:** ئاللاھ پالاننى ياخشىلىققا مۇيەسسەر قىلدى، ياخشىلىق ئاتا قىلدى، مۇۋەپپەق قىلدى.

**سَرَّحَ الْقَوْمَ:** تارقاتتى، تارقىتىۋەتتى.

**سَرَّحَ اِمْرَأَةً:** ئايالنى قويۇۋەتتى، تالاق قىلدى.

**«فَأَمْسِكُوهُنَّ بِمَعْرُوفٍ أَوْ سَرِّحُوهُنَّ بِمَعْرُوفٍ» «قرآن»:** ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە يارىشىپ (ئۇلارنى نىكاھىڭلاردا) تۇتۇڭلار، ياكى ئۇلارنى ياخشىلىق بىلەن قويۇۋېتىڭلار.

**سَرَّحَ الْأَمْرَ:** ئىشنى ئوڭشايلاشتۇردى، قولايلاشتۇردى.

**سَرَّحَ الشَّعْرَ:** چاچنى تارىدى.

**سَرَّحَ عَنْهُ:** ئەندىشىدىن خالى قىلدى، ئەندىشىنى تۈگەتتى.

**سَرَّحَ الْعَامِلَ:** ئىشچىنى ئىشتىن بوشىتىۋەتتى.

**«إِنْخَفَضَتْ أَرْبَاحُ الشَّرِكَةِ فَسَرَّحَتْ نِصْفَ عُمَّالِهَا»:** شىركەتنىڭ پايدىسى تۆۋەنلەپ كەتتى، شۇنىڭ بىلەن ئىشچىلىرىنىڭ يېرىمىنى ئىشتىن بوشاتتى.

**«سَرَّحَ أَحَدَ أَعْوَانِهِ فِي حَاجَةٍ لَهُ»:** ياردەمچىلىرىدىن بىرىنى ئۆزىنىڭ ھاجىتى ئۈچۈن ئەۋەتتى.

**سَرَدَ يَسْرِدُ سَرْدًا الشَّيْءَ:** تەشتى، تۆشۈك ئاچتى.

**سِرْسَامٌ:** مېڭىنىڭ، مالىخولىيا، خامۇشلۇق كېسىلى.

**سَرَّعَ يُسَرِّعُ تَسْرِيعًا:** تېزلەتتى، چاپسانلاشـ
تۇردى.

**سَرَّى يُسَرِّي تَسْرِيَةً عَنْهُ:** غەمدىن خالاس قىلدى،
قايغۇدىن قۇتۇلدۇردى.

**سُرِّيَ عَنْهُ:** غەم ـ قايغۇ تۈگىدى، غەمدىن خالاس
تاپتى.

**سَرِّيحٌ:** ئۇششاق تىجارەتچى، چار بازارچى.

**سِرِّيٌّ:** يوشۇرۇنچە، مەخپى.

**اِجْتِمَاعٌ سِرِّيٌّ:** مەخپى يىغىن.

**مَرَضٌ سِرِّيٌّ:** جىنسىي كېسەللىك، تاناسىل
كېسەلى.

**حِبْرٌ سِرِّيٌّ:** رەڭسىز سىيا.

**بَيْتٌ سِرِّيٌّ:** پاھىشىخانا.

**بُولِيسٌ سِرِّيٌّ:** رازۋېدچىك، يوشۇرۇن ساقچى،
مەخپى ساقچى، جاسۇس، ئىشپىيون.

**مُحَاكَمَةٌ سِرِّيَّةٌ:** يوشۇرۇن سوتلاش.

**سُرِّيٌّ:** كىندىككە تەۋە، كىندىككە مەنسۇپ.

**سُرِّيَّةٌ ج سَرَارِيُّ:** كېنىزەك، كېچىك خوتۇن،
توقال.

**«اِنْتَهَى عَهْدُ السَّرَارِيِّ وَالْعَبِيدِ»:** كېنىزەكلەر
ۋە قۇللارنىڭ زامانى تۈگىدى.

**سُرْسُرْ:** تېز ـ تېز، ئالغا!

**سَرَطَ يَسْرُطُ وسَرِطَ يَسْرَطُ سَرْطًا الشَّيْءَ:** يۇتتى.

**سُرُطٌ. سُرَطَةٌ:** يىرتقۇچ هايۋان؛ ياۋۇز ئادەم.

**سَرَطَانٌ:** قىسقۇچپاقا، سەرەتان، راك؛ سەرەتان
بۇرجى؛ يامان سۆيەلنىڭ ئۆسمە.

**سَرَطَانٌ ظِهَارِيٌّ:** تېرە راكى.

**سَرَطَانٌ غُدَدِيٌّ:** بەز راكى.

**سَرَطَانِيٌّ:** راك كېسەللىكلىرىدىن راك كېسەلىگە
تەۋە، راك كېسەللىرىگە مەنسۇپ.

**سِرْطِيطٌ:** يىرتقۇچ هايۋان؛ ياۋۇز ئادەم.

**سَرِعَ يَسْرَعُ سَرَعًا:** ئالدىرىدى.

**سَرُعَ يَسْرُعُ سُرْعَةً:** ئالدىرىدى، ئالدىراپ ماڭدى.

**سَرْعَانَ وَ سُرْعَانَ وَ سِرْعَانَ:** چاپسان، چاققان،
ئىتتىك، دەرھال؛ نېمىدېگەن تېز! (ئەجەبلە-
نىش، تەئەججۇپ مەنىسىدە كېلىدۇ).

**سَرْعَانَ مَافَعَلَ كذا:** نېمىدېگەن تېز قىلدى!

**سُرْعَةٌ ج سُرْعَاتٌ:** سۈرئەت، تېزلىك، چاپسانـ
راق؛ خوت.

**سُرْعَةُ السَّيْرِ:** مېڭىش تېزلىكى.

**سُرْعَةُ الْإِنْجَازِ:** تېز ئورۇنلاش، تېز بىر تەرەپ
قىلىش، چاپسان ئورۇنلاش.

**بِسُرْعَةٍ:** چاپسان، چاپسانلىق بىلەن، تېزلىك
بىلەن.

**«اِنْطَلَقَتِ السَّيَارَةُ بِسُرْعَةٍ بَالِغَةٍ»:** ماشىنا ناھا-
يىتى تېز ماڭدى.

**بِسُرْعَةِ الْبَرْقِ:** ئۇچقاندەك، چاقماق تېزلىكىدە.

**«سَيَّارَةٌ ذَاتُ خَمْسِ سُرْعَاتٍ»:** بەش خوتلۇق
ماشىنا.

**سَرِغَ يَسْرَغُ سَرَغًا:** ئۈزۈمنى ساپىقى بىلەن
قوشۇپ يېدى.

**سُرْغٌ ج سُرُوغٌ:** ئۈزۈم تېلى، تەك.

**سَرَقَ يَسْرُقُ سَرْقًا ـ تِ السُّرْفَةُ الشَّجَرَةَ:** قۇرت
دەرەخنىڭ يوپۇرمىقىنى يېدى.

**سَرَقٌ:** ھەددىدىن ئارتۇق، ئىسراپچىلىق، ھەددىدىن
ئاشۇرۇۋېتىش، ئىسراپ قىلماق.

**فِي غَيْرِ سَرَقٍ:** مۇۋاپىق، ئىسراپ قىلماستىن،
لايىقىدا، جايىدا.

**اَلسُّرْفَةُ:** قۇرچاق (ھاشارات بالىسىنىڭ يېتىلمە-
گەن ۋاقتى).

**سُرْفَةُ دُودَةِ الْقَزِّ:** يىپەك قۇرتى.

**سَرَقَ يَسْرِقُ سَرَقًا و سَرِقًا و سَرَقَةً و سَرِقَةً و
سَرْقَانًا مِنْهُ شَيْئًا:** ئوغرىلىدى، بۇلاپ ئالدى،
ھىيلە بىلەن ئالدى، يوشۇرۇن ئېلىۋالدى.

**سَرَقَ النَّظَرَ:** ئوغرىلىقچە قارىدى.

**سَرَقَ السَّمْعَ:** ئوغرىلىقچە ئاڭلىدى، تىڭ ـ
تىڭلىدى.

**سَرَقَ مَالاً:** مال ئوغرىلىدى.

**«قَالُوا إِنْ يَسْرِقْ فَقَدْ سَرَقَ أَخٌ لَهُ مِنْ قَبْلُ»**
(قۇرئان): ئۇلار: «ئەگەر ئۇ ئوغرىلىق قىلغان
بولسا ئۇنىڭ قېرىندىشىمۇ (يەنە يۈسۈپمۇ)

ئىلگىرى ئوغرىلىق قىلغان» دېيىشتى.

**سَرِقَةٌ. سَرْقَةٌ:** ئوغرىلىماق؛ ئوغرىلىق جىنايىتى، ئوغرىلانغان.

**سَرِقَةٌ بِإِكْرَاهٍ:** بۇلىۋالماق، بۇلاڭچىلىق.

**سَرِقَةُ الْبِحَارِ:** دېڭىز قاراقچىلىقى.

**سَرِقَةُ التَّأْلِيفِ:** ئەسەر كۆچۈرمىكەشلىكى، ئەسەر ئوغرىلىقى.

**سَرِقَةُ الْأَشْخَاصِ:** ئېلىپ قاچماق، تۇتۇپ كەتمەك، بۇلاپ كەتمەك، زورلۇق بىلەن تۇتۇپ كەتمەك (ئادەمنى).

**سَرِقَةُ الْمَسَاكِينِ:** ئۆيگە بېسىپ كىرمەك.

**سُرُمٌ ج أَسْرَامٌ:** تۈز ئۈچەي، توغرا ئۈچەي، كۆتەن ئۈچەي؛ مەقئەت، سولڭ.

**سَرَمٌ:** قەۋزىيەت، مەقئەت ئاغرىش.

**سُرْمَانٌ:** سېرىق ھەرە.

**سَرْمَدٌ:** ئۇزۇن مۇددەت، ئەبەدى، دائىم، ھەمىشە.

**لَيْلٌ سَرْمَدٌ:** ئۇزۇن كېچە.

**«قُلْ أَرَأَيْتُمْ إِنْ جَعَلَ اللَّهُ عَلَيْكُمُ اللَّيْلَ سَرْمَدًا إِلَى يَوْمِ الْقِيَامَةِ مَنْ إِلَهٌ غَيْرُ اللَّهِ يَأْتِيكُمْ بِضِيَاءٍ» «قرآن» :** «ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ! ئەگەر ئاللاھ كېچىنى سىلەر ئۈچۈن قىيامەت كۈنىگىچە سوزىدىغان بولسا، ئاللاھدىن بۆلەك قايسى ئىلاھ، سىلەرگە يورۇقلۇق ئېلىپ كېلەلەيدۇ».

**سَرْمَدِيٌّ:** ئەبەدىيلىك، مەڭگۈلۈك، باش - ئاخىرى يوق، ئەبەدىيلىككە مەنسۇپ.

**سَرْمَطٌ:** ئۇزۇن تۆگە.

**سَرْمُوجَةٌ ج سَرَامِيجُ:** قونجلۇق ئاياغ.

**سَرْهَدَ يُسَرْهِدُ سَرْهَدَةً الصَّبِيَّ:** كىچىك بالىنى ياخشى ئوزۇقلاندۇردى.

**سَرْهَدٌ:** ياغ، ماي؛ تۆگىنىڭ لوككىسى؛ كۆپ.

**مَاءٌ سَرْهَدٌ:** كۆپ سۇ، چوڭ سۇ.

**سَرْهَدَةٌ:** كىچىك بالىنى ياخشى ئوزۇقلاندۇرماق.

**سَرُوَ يَسْرُو سَرْوًا:** ئۇلۇغ بولدى، شەرەپ قازاندى.

**سَرْوَعٌ. سُرُوعٌ:** تۇخۇم ئارقىلىق كۆپەيگەن، تۇخۇمدىن چىقىرىلغان.

**سِرْوَاطٌ:** يىرتقۇچ ھايۋان؛ ياۋۇز ئادەم.

**سِرْوَالٌ. سِرْوَالَةٌ سِرْوِيلٌ ج سَرَاوِيلُ و سَرَاوِيلَاتٌ:** ئىشتان، شىم.

**سَرْوَةٌ ج سَرْوٌ:** ئارچا دەرىخى؛ ئارتۇقچىلىق، پەزىلەت.

**سَرْوٌ جَبَلِيٌّ:** تاغ ئارچىسى.

**سَرْوَةٌ و سِرْوَةٌ و سُرْوَةٌ ج سِرَاءٌ:** قىسقا يا ئوقى.

**سُرُورٌ:** خۇشاللىق، شادلىق.

**«وَلَقَّاهُمْ نَضْرَةً وَسُرُورًا» «قرآن» :** ئۇلارنىڭ (يۈزلىرىگە) نۇر، (دىللىرىغا) خۇشاللىق ئاتا قىلىدۇ.

**سَرُوقٌ:** ئېغىر، قىيىن، قورقۇنچلۇق (كۈنلەر).

**سَرُوَلَ يُسَرْوِلُ سَرْوَلَةً ـ هُ:** ئۇنىڭغا ئىشتان كىيگۈزدى.

**سَرَى يَسْرِي سُرًى و سَرْيَةً و سِرَايَةً و سَرَيَانًا و مَسْرًى:** كېچىدە يول يۈردى، كېچىسى سەپەر قىلدى؛ تارالدى.

**«فَأَسْرِ بِعِبَادِي لَيْلًا إِنَّكُمْ مُتَّبَعُونَ» «قرآن» :** «ئاللاھ ئېيتتى: «مېنىڭ بەندىلىرىمنى كېچىدە ئېلىپ چىقىپ كەتكىن، سىلەر ھەقىقەتەن قوغلىنىسىلەر».

**سَرَى السُّمُّ فِي جِسْمِهِ:** زەھەر ئۇنىڭ بەدىنىگە تارالدى.

**سَرَى الْهَمُّ:** غەم يوقالدى، غايىب بولدى، تۈگىدى.

**سَرَى بِالشَّخْصِ لَيْلًا:** كېچىسى سەپەر قىلدۇردى.

**سَرَى الدَّمُ فِي الْعِرْقِ:** تومۇردا قان ئايلاندى.

**سَرَى الْأَمْرُ:** ئىش ئەمەلگە ئاشۇرۇلدى، يولغا قويۇلدى.

**سَرَى مَفْعُولُهُ:** تەسىر كۆرسەتتى، ئۈنۈم بەردى، نەتىجە بەردى.

**سَرَى عَلَيْهِ الْأَمْرُ:** ئۇيغۇن كەلدى.

**سَرْهَدَ سَنَامَ الْجَمَلِ:** تۆگىنىڭ لوككىسىنى كەستى.

**سَرَى اللَّيْلُ:** كېچە ئۆتتى.

**سَرِيَ يَسْرَى سَرْوًا:** ئادەمگەرچىلىك قىلدى، سېخىلىق قىلدى.

**سَرِيَتِ الْجَرَادَةُ:** چېكەتكە تۇخۇم تۇغدى، تۇخۇملىدى.

**سُرِّيَ:** كېچىچە يول مېڭىش.

**«عِنْدَ الصَّبَاحِ يَحْمَدُ الْقَوْمُ السُّرَى» ‹مثل›:** كېچىچە يول ماڭغانلىق ئۈنۈمى ئەتىگەندە كۆرۈلىدۇ. قىلغان ئەمگەك زايا كەتمەيدۇ.

**سُرْيَانُ:** قەدىمكى سۇرىيە.

**سُرْيَانِيٌّ:** سۇرىيىلىك، سۇرىيىلىك ئادەم.

**اَلسُّرْيَانِيَّةُ:** قەدىمكى سۇرىيە تىلى، سۇريان تىلى.

**سَرِيدٌ.** بىگىز.

**سَرِيرٌ ج سُرُرٌ و أَسِرَّةٌ:** كارىۋات، تۆشەك؛ تەخت.

**«لَقَدْ شُفِيَ مِنْ مَرَضِهِ وَاسْتَطَاعَ أَنْ يَقُومَ مِنْ سَرِيرِهِ» :** ئۇناق كېسىلى ساقىيىپ كارىۋىتىدىن چۈشەلىگىدەك بولدى.

**سَرِيرُ الْمُلْكِ:** تەخت، پادىشاھنىڭ تەختى.

**فِي سَرِيرِ نَفْسِي:** قەلبىمنىڭ چوڭقۇر يېرىدە.

**سَرِيرَةٌ ج سَرَائِرُ:** نىيەت، كۆڭۈل، غەرەز.

**«أَيَّانَ تَحْسُنْ سَرِيرَتُكَ تُحْمَدْ سِيرَتُكَ» :** نىيىتىڭ ياخشى بولسا يۈرۈش تۇرۇشۇڭ تۈز بولىدۇ.

**طَيِّبُ السَّرِيرِ:** ياخشى نىيەتلىك، كۆڭلى تۈز.

**«إِنَّ اللّٰهَ مُطَّلِعٌ عَلَى سَرَائِرِنَا» :** شۈبھىسىز ئاللاھ بىزنىڭ سىرلىرىمىزدىن خەۋەرداردۇر.

**«إِنَّهُ عَلَى رَجْعِهِ لَقَادِرٌ يَوْمَ تُبْلَى السَّرَائِرُ» ‹قرآن› :** شەك ـ شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ئۇنى ئەسلىگە كەلتۈرۈشكە (يەنى تىرىلدۈرۈشكە) قادىردۇر. سىرلار ئاشكارا قىلىنىدىغان كۈندە (يەنى قىيامەتتە).

**سَرِيعٌ ج سُرْعَانٌ م سَرِيعَةٌ ج سِرَاعٌ:** تېز، چاپسان.

**«إِنَّ اللّٰهَ سَرِيعُ الْحِسَابِ» ‹قرآن› :** ئاللاھنىڭ ھېساب ئېلىشى ھەقىقەتەن تېزدۇر.

**سَرِيعُ التَّأَثُّرِ:** تېز ھاياجانلىنىدىغان، تېز تەسىرلىنىدىغان.

**سَرِيعُ الْجَرْيِ:** تېز يۈگۈرەيدىغان، يۈگۈرۈك، ناھايىتى چاپسان، يەل تاپان.

**سَرِيعُ التَّصْدِيقِ:** ئاسانلا ئىشىنىپ كېتىدىغان.

**سَرِيعُ الْخَاطِرِ:** ئۆتكۈر، پەم ـ پاراسەتلىك، چېچەن، زېرەك، مېڭىسى تېز ئىشلەيدىغان.

**سَرِيعُ الزَّوَالِ:** تېز يوقۇلىدىغان، تېز تۈگەيدىغان، تېز ۋەيران بولىدىغان.

**سَرِيعُ الْاِلْتِهَابِ:** جۇش، تېرىككەك، قوپال، ئاسان تەسىرلىنىدىغان، ئاچچىقى يامان، قىزىق قىزىق.

**سَرِيعُ التَّلَفِ:** ئاسان چىرىيدىغان، تېز بۇزۇلىدىغان.

**سَرِيعًا:** دەرھال، دەررۇ، تېز، چاپسان.

**سَرِيٌّ ج أَسْرِيَةٌ:** ئۆستەڭ، ئېرىق.

**«قَدْ جَعَلَ رَبُّكِ تَحْتَكِ سَرِيًّا» ‹قرآن› :** پەرۋەردىگارىڭ سېنىڭ ئاستىڭدىن (ئېقىپ تۇرىدىغان) بىر ئېرىقنى پەيدا قىلدى.

**سَرِيٌّ ج أَسْرِيَاءُ و سَرَاةٌ:** مەرد ئادەم، مۇرۇۋۋەتلىك ئادەم، ئېسىل ئادەم.

**«هَؤُلَاءِ هُمْ سَرَاةُ الْقَوْمِ» :** ئەنە شۇلار يۇرت چوڭلىرىدۇر.

**سَرِيَّةٌ ج سَرَايَا:** ئەترەت، قوشۇن.

**سَرِيَّةُ نَقْلٍ:** نەقلىيات ئەترىتى، ترانسپورت ئەترىتى.

**سَرِيَّةُ الْإِسْعَافِ الطِّبِّي:** تېببىي قۇتقۇزۇش ئەترىتى، ساقلىقنى ساقلاش ئەترىتى.

**سَرِيَّةُ الْبَرْقِ:** سىم تاناپ تۈۋرۈكى، ستولبا، تېلېگراف سىم ياغىچى.

**سَطَا يَسْطُو سَطْوًا عَلَى الْمَكَانِ وَبِهِ:** بېسىپ كىردى، ئۇسۇپ كىردى، ھۇجۇم قىلدى، زەربە بەردى؛ يەڭدى، مەغلۇپ قىلدى.

**سَطَا عَلَيْهِ:** ئۇنىڭغا ھۇجۇم قىلدى؛ ئۇنى مەغلۇپ قىلدى.

**«يَكَادُونَ يَسْطُونَ بِالَّذِينَ يَتْلُونَ عَلَيْهِمْ آيَاتِنَا» ‹قرآن› :** ئۇلارنىڭ بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئوقۇپ بەرگۈچىلەرگە ھۇجۇم قىلغىلى تاس قالغانلىقىنى كۆرىسەن.

**سَطَا عَلَى الْمَتَاعِ:** بۇلىدى، بۇلاڭ ـ تالاڭ قىلدى.

«سَطَا اللُّصُوصُ عَلَى أَمْوَالِهِ» : ئوغرىلار ئۇنىڭ مال ـ مۈلكىنى بۇلاڭ ـ تالاڭ قىلدى.

سَطَا الْمَاءُ: سۇ كۆپەيدى، تاشتى.

«سَطَا مَاءُ النَّهْرِ فَأَغْرَقَ الْمَزْرُوعَاتِ» : دەريا ـ نىڭ سۈيى تېشىپ زىرائەتلەرنى بېسىپ كەتتى.

سِطَامٌ: پوكەت، پىرووپكا؛ ئېغىز؛ لاخشىگىر؛ خەنجەر؛ شەمشەر؛ قىلىچنىڭ بىسى.

سَطَحَ يَسْطَحُ سَطْحًا الشَّيْءَ: تەكشىلىدى، تۈزلىدى.

سَطَحَ اللّٰهُ الْأَرْضَ: ئاللاھ زېمىننى يايدى.

«أَفَلَا يَنْظُرُونَ . . . إِلَى الْأَرْضِ كَيْفَ سُطِحَتْ» «قۇرئان» : ئۇلار قارىمامدۇكى، . . . زېمىن قانداق يېيىتىلدى.

سَطْحٌ ج سُطُوحٌ: (نەرسىنىڭ) يۈزى، سىرتقى كۆرۈنۈشى، كۆرۈنۈش؛ يۇقىرىسى؛ يۇقىرى تەرىپى.

سَطْحٌ مُسْتَوٍ: تەكشى يۈز.

سَطْحٌ مَائِلٌ: ئەگرى يۈز.

سَطْحُ الْأَرْضِ: يەر يۈزى، زېمىننىڭ يۈزى.

سَطْحُ الْبَحْرِ: دېڭىز يۈزى، دېڭىز ئۈستى.

سَطْحُ الْبَيْتِ: ئۆينىڭ تورۇسى، ئۆينىڭ ئۈستى.

سَطْحُ الْبَاخِرَةِ: پاراخوت ئۈستى، پالوبا.

حَدِيقَةُ السَّطْحِ: ئۆگزە باغچىسى.

سَطْحِيٌّ: سىرتقى قىسمى، سىرتقى يۈزى، تاشقى قىسمى، سىرتقى تەرىپى؛ يۈزەكى، يۈزە.

سَطْحِيًّا: يۈزەكى.

آرَاءٌ سَطْحِيَّةٌ: يۈزەكى قاراش، يۈزەكى پىكىر.

مَعْرِفَةٌ سَطْحِيَّةٌ: يۈزەكى تونۇش.

سَطَرَ يَسْطُرُ سَطْرًا الْكِتَابَ أَوِ الرِّسَالَةَ أَوْ نَحْوَهُمَا: يازدى، خاتىرىلىدى.

«نٓ وَالْقَلَمِ وَمَا يَسْطُرُونَ مَا أَنْتَ بِنِعْمَةِ رَبِّكَ بِمَجْنُونٍ» «قۇرئان» : نۇن.قەلەم بىلەن ۋە ئۇلار (يەنى پەرىشتىلەر) يازغان نەرسىلەر بىلەن قەسەمكى، (ئى مۇھەممەد) سەن پەرۋەردىگارىڭنىڭ نېمىتى بىلەن (مۆشرىكلار ئېيتقاندەك) مەجنۇن ئەمەسسەن.

سَطَرَ بِالْمِسْطَرَةِ: سىزغۇچ بىلەن سىزدى.

سَطَرَهُ: ئۇنى يەرگە ئاتتى، يەرگە باستى، يەرگە ئۇردى.

سَطَرَهُ بِالسَّيْفِ: ئۇنى قىلىچ بىلەن كەستى.

سَطْرٌ و سَطَرٌ ج أَسْطُرٌ وَ سُطُورٌ و أَسْطَارٌ جج أَسَاطِيرُ: تۈز سىزىق، قاتار، سەپ، رەت، خەتنىڭ قۇرى؛ قولنىڭ (ئالقاننىڭ) سىزىقى؛ پوچوركا.

«أُكْتُبْ فَوْقَ السَّطْرِ» : قۇرنىڭ ئۈستىگە يازغىن.

«أُتْرُكْ مَسَافَةَ سَطْرَيْنِ ثُمَّ اكْتُبْ» : ئىككى قۇر تاشلاپ يازغىن.

يَقْرَأُ بَيْنَ السُّطُورِ: چوڭقۇر مەنىسىنى چۈشىنە ـ دۇ.

سُطُرٌ: بېزەلگەن يالغان سۆزلەر.

سُطْرَةٌ: ئارزۇ، ئۈمىد.

سَطْرَنْجٌ: شاھمات.

سُطَّاحٌ: پەلەكلىك ئۆسۈملۈك.

سَطَّحَ يُسَطِّحُ تَسْطِيحًا الشَّيْءَ: يايدى.

سَطَّرَ يُسَطِّرُ تَسْطِيرًا الْكِتَابَ أَوِ الرِّسَالَةَ أَوْ نَحْوَهُمَا: يازدى، خاتىرىلىدى.

سَطَّرَ عَلَيْهِ: ھېكايە سۆزلەپ بەردى.

سَطَّرَ الْوَرَقَةَ: قەغەزگە سىزغۇچ بىلەن سىزىق سىزدى.

سَطَّرَ الْأَكَاذِيبَ: يالغاننى توقۇدى، يالغان ـ ياۋ ـ داقنى ئويدۇردى.

سَطَّارٌ: قاسساپ.

سَطَعَ يَسْطَعُ سَطْعًا و سُطُوعًا و سَطِيعًا النُّورُ: يورۇدى، پارلىدى، يالتىرىدى، نۇر چاقنىدى.

سَطَعَ الْغُبَارُ: توزان توزىدى.

سَطَعَ الْأَمْرُ: ئىش ئايدىڭلاشتى.

سَطَعَ الْحَقُّ: ھەقىقەت ئايدىڭلاشتى.

سَطَعَتِ الرَّائِحَةُ: ھىد تارالدى، پۇراق تارقىدى.

سَطْعٌ: يورىماق، نۇر چاچماق، پارقىرىماق.

**سَطَلَ يَسْطَلُ وَ يَسْطِلُ سَطْلاً الدَّوَاءُ:** دورا مەست قىلدى، ناركوز قىلدى، سەزمەس قىلدى.

**سَطْلٌ ج سُطُولٌ وَأَسْطَالٌ و سُيَطْلٌ:** چېلەك، سوغا، تۇلۇق، ئاسما تۇلۇق، ئاسما چېلەك؛ ئېگىز ئادەم، ئۇزۇن نۇرا ئادەم.

**سَطَمَ يَسْطِمُ سَطْمًا:** ئېتىپ قويدى، توسۇپ قويدى.

**سَطَمَ الْبَابَ:** ئىشىكنى ئېتىپ قويدى، ئىشىكنى ياپتى، ئىشىكنى تاقىدى.

**سَطَمَ النَّجَّارُ الْخَشَبَ:** ياغاچچى ياغاچنى رەندىلىدى، رەندە سالدى.

**سَطْمٌ:** شەمشەر ۋە خەنجەرنىڭ بىسى.

**سُطُمٌ:** مەنبە، يىلتىز، ئەسلى، كېلىپ چىقىش مەنبەسى.

**سُطُوٌّ:** ھۇجۇم قىلماق، زەربە بەرمەك، بېسىپ كىرمەك.

**سَطْوَةٌ ج سَطَوَاتٌ:** كۈچ، ھوقۇق، نوپۇز، تەسىر.

**سُطُوعٌ:** يورىماق، نۇر چاچماق، پارقىرىماق.

**سَطِيحٌ ج سُطَحَاءُ:** ئوڭدىسىغا، ئاسمانغا قاراپ يېتىپ.

**شَخْصٌ سَطِيحٌ:** كېسەللىك سەۋەبىدىن ئولتۇرۇپ-قوپۇشقا قادىر بولالمايدىغان ئادەم.

**سَطِيعٌ:** تاڭ، سۈبھى، ئۇزۇن.

**سَعَادَةٌ:** بەخت، سائادەت، ئامەت، تەلەي.

**دَارُ السَّعَادَةِ:** ئىستانبۇلنىڭ يەنە بىر نامى.

**صَاحِبُ السَّعَادَةِ:** جانابىي ئالىيلىرى، جانابلىرى. ئالىيلىرى.

**سَعَادَةُ السَّفِيرِ:** كونسۇل جانابلىرى.

**سَعَادَتُكُمْ:** جانابلىرى، ئالىيلىرى.

**سُعَارٌ:** ئوتنىڭ ھارارىتى؛ تويماسلىق كېسىلى؛ ئاچارچىلىق، قەھەتچىلىك، ئۇسسۇزلۇق؛ ساراڭلىق، مەجنۇنلۇق.

**«إِشْتَدَّ سُعَارُ النَّارِ فَلَمْ يَسْتَطِعْ أَحَدٌ الْإِقْتِرَابَ مِنْهَا»:** ئوتنىڭ ھارارىتى كۈچىيىپ كەتكەنلىكتىن ھېچ ئادەم ئۇنىڭغا يېقىنلىشالمىدى.

**«دَفَعَهُ السُّعَارُ إِلَى الْخُرُوجِ مِنْ مَخْبَئِهِ».** ئاچارچىلىق ئۇنى ئۇۋىسىدىن چىقىشقا مەجبۇر قىلدى.

**«أُصِيبَ بِالسُّعَارِ فَأُدْخِلَ مُسْتَشْفَى الْأَمْرَاضِ الْعَصَبِيَّةِ»:** ساراڭ بولۇپ قېلىپ نېرۋا كېسەللەر دوختۇرخانىسىدا ياتقۇزۇلدى.

**سِعَاطٌ:** ئۆتكۈر پۇراق.

**سُعَالٌ:** يۆتەل.

**اَلسُّعَالُ الدِّيكِيُّ:** كۆك يۆتەل.

**اَلسُّعَالُ الْكَلْبِيُّ:** كۆك يۆتەل.

**حَشِيشَةُ السُّعَالِ:** تەڭگە يوپۇرماق.

**قَصَبُ السُّعَالِ:** ئۆپكە تومۇرلىرى.

**اَلسُّعَالِيُّ:** تەڭگە يوپۇرماق.

**سِعَايَةٌ:** بوھتان، تۆھمەت.

**«أَلْقَتْ بِهِ سِعَايَةُ الْأَعْدَاءِ فِي السِّجْنِ»:** دۈشمەنلەرنىڭ چېقىمچىلىقى ئۇنى تۈرمىگە تاشلاتقۇزدى.

**سَعْتَرٌ:** ياللۇز.

**سَعَدَ يَسْعَدُ سُعُودًا وَسَعْدًا الْيَوْمُ:** كۈن قۇتلۇق بولدى.

**سَعَدَ اللّٰهُ فُلَانًا:** ئاللاھ تەۋپىق ئاتا قىلسۇن.

**سَعِدَ يَسْعَدُ سَعَادَةً الشَّخْصُ:** بەختلىك بولدى. تەلىيى كەلدى، ئامىتى كەلدى.

**«وَأَمَّا الَّذِيْنَ سُعِدُوْا فَفِي الْجَنَّةِ خَالِدِيْنَ فِيْهَا»** (قرآن): سائادەتمەنلەرگە كەلسەك، ئۇلار جەننەتكە كىرىدۇ، ئۇلار جەننەتتە داۋاملىق تۇرىدۇ.

**«قَدْ يَسْعَدُ الْمَرْءُ وَهُوَ فَقِيرٌ وَيَشْقَى وَهُوَ غَنِيٌّ»:** كىشى نامرات تۇرۇپ بەختلىك بولۇشى ۋە باي تۇرۇپ بەختسىز بولۇشى مۇمكىن.

**سَعْدٌ ج سُعُودٌ وَأَسْعُدٌ:** بەخت، تەلەي، سائادەت.

**سَعْدَيْكَ:** ساڭا ئۈزۈلمەس بەخت تىلەيمەن.

**اَلسَّعْدَانُ:** ئادەمسىمان مايمۇن؛ تۆگە ياخشى كۆرىدىغان تىكەنلىك ئوت: «مەسەل ھەربىستىڭ ئەشىنىرى: رۆھرە يۇلتۇزى، مۇشتەرى يۇلتۇزى.

**سَعْدَانَةٌ:** كەپتەر.

**سَعْدَانَةُ الثَّدْيِ:** ئەمچەك تۇپچىسى.

**سَعْدَانَةُ الْبَابِ:** تۇتقا، تۇتقۇچ ئىشىكنىڭ.

**سَعَرَ يَسْعَرُ سَعْرًا الْعَرْبَ:** ئۇرۇش قوزغىدى.

**سَعَرَ النَّارَ:** ئوت ياقتى، ئوت تۇتاشتۇردى.

**سَعِرَ الْكَلْبُ:** ئىت غالجىر كېسەللى بولۇپ قالدى.

**سُعِرَ:** ساراڭ بولدى، ئېلىشىپ قالدى، ئەقلىدىن ئازدى.

**سِعْرٌ ج أَسْعَارٌ:** باھا، نەرخ.

**سِعْرُ التَّعَادُلِ:** تاختاي باھاسى، تەكسى باھا.

**سِعْرُ الْمُبَادَلَةِ:** تاختاي باھاسى؛ چەت ئەل پۇلى پېرېۋوت مىقدارى.

**سِعْرُ الْقِطَعِ:** پارچە باھا.

**سِعْرٌ إِلْزَامِيٌّ:** بەلگىلەنگەن باھا.

**سِعْرُ السُّوقِ:** بازار باھاسى، بازار نەرقى.

**سِعْرُ الْجُمْلَةِ:** توپ باھاسى.

**سِعْرُ الْمُفَرَّقِ:** پارچە باھاسى.

**سِعْرُ الْوَحْدَةِ:** بىرلىك باھاسى.

**بِسِعْرِ كَذَا:** مەلۇم باھا بويىچە.

**سِعْرُ الصَّرْفِ:** پۇلنىڭ كۇرسى، پۇلنىڭ قىممىتى.

**أَسْعَارُ الْعُمْلَةِ:** پۇلنىڭ بازاردىكى قىممىتى، پۇل قىممىتى، پۇل كۇرسى.

**سُعْرٌ ج سُعُرٌ:** ساراڭلىق، سەۋدايىلىق، غالجىرلىق كېسەلى؛ نىرۋىنىڭ قالايمىقانلىشىشى.

**سَعْرَةٌ:** باشلىنىش، دەسلىپى.

**سُعْسُعٌ:** بۆرە.

**سَعَّرَ تَسْعِيرًا النَّارَ:** ئوت ياقتى.

**سَعَّرَ الْحَرْبَ:** ئۇرۇش قوزغىدى.

**«وَإِذَا الْجَحِيمُ سُعِّرَتْ» «قرآن»:** دوزاخ قىزىتىلغان چاغدا.

**سَعَّرَ السِّلْعَةَ:** باھا بەلگىلىدى.

**سَعَّرَ الْقَوْمُ:** باھا ئۈستىدە كېلىشتى.

**سَعَطَ يَسْعُطُ وَ يَسْعَطُ سَعْطًا الدَّوَاءَ:** دورىنى بۇرنىدىن تىممىتتى، دورىنى بۇرنىغا پۈركىدى.

**سَعَّطَ يُسَعِّطُ تَسْعِيطًا الدَّوَاءَ:** بۇرنىغا دورا تىممىتتى.

**سَعَّفَ يُسَعِّفُ تَسْعِيفًا الْمِسْكَ:** ئارىلاشتۇردى.

**سَعَّمَ يُسَعِّمُ تَسْعِيمًا الْوَلَدَ:** بالىنى غىزالاندۇردى، ئوزۇقلاندۇردى.

**سَعَّمَ الْجِمَالَ:** تۆگىلەرنى باقتى، ئوتلاتتى.

**سَعَفَ يَسْعَفُ سَعْفًا:** قۇتقۇزدى، قۇتۇلدۇردى، ياردەم بەردى.

**سَعْفٌ:** ياردەم بەرمەك، قۇتقۇزماق.

**اَلسَّعْفُ الْأَوَّلُ:** ئەڭ ئالدىدا قىلىنغان ياردەم.

**سَعَفٌ ج سُعُوفٌ:** خورما يوپۇرمىقى.

**سَعْفَةٌ:** چاقا، جاراھەت، يارا؛ چىقان.

**سَعَلَ يَسْعَلُ سُعَالًا و سُعْلَةً:** يۆتەلدى.

**سِعْلَاءُ ج سَعَالَى و سِعْلَيَاتٌ:** چىشى ئالۋاستى.

**سِعْلَاةٌ:** ئالۋاستى، چىشى ئالۋاستى.

**سُعْلَةٌ:** يۆتەل.

**حُبُوبُ السُّعْلَةِ:** يۆتەل تابلىتكىسى.

**سُعْلَةٌ مُنْقَطِعَةٌ:** قۇرۇق يۆتەل، بەلغەمسىز يۆتەل.

**قَصَبُ السُّعْلَةِ:** نەپەس يوللىرى.

**سِعْلَى:** چىشى ئالۋاستى.

**سَعَمَ يَسْعَمُ سَعْمًا الْجَمَلُ:** تۆگە تېز ماڭدى، يۈگۈردى.

**سَعَمَ الْوَلَدَ:** بالىنى ئوزۇقلاندۇردى، غىزالاندۇردى.

**سَعْمٌ:** تېز مېڭىش، يۈگۈرۈش.

**سَعْنٌ:** سېمىز گۆش؛ گۆشنىڭ يېغى؛ ئاق هاراق.

**سَعَى يَسْعَى سَعْيًا:** كەتتى، ماڭدى، ھەرىكەتلەندى، كۆزلىدى؛ تەلەپ قىلدى؛ تۆردى.

**«فَأَلْقَاهَا فَإِذَا هِيَ حَيَّةٌ تَسْعَى» «قرآن»:** مۇسا ئۇنى تاشلىۋىدى، ئۇ ناگاھان مېڭىۋاتقان بىر يىلانغا ئايلاندى.

**سَعَى فِي حَاجَةِ فُلَانٍ:** پالانىغا ياردەم قىلدى.

**سَعَى عَلَى قَدَمَيْهِ:** پىيادە ماڭدى.

سَعَى لِلْأَمْرِ: كۈچ چىقاردى، ھەممە كۈچىنى بېغىشلىدى.

«فَكَذَّبَ وَعَصَى ثُمَّ أَدْبَرَ يَسْعَى» (قۇرئان)؛ پىرئەۋن (ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى مۇسانى) ئىنكار قىلدى ۋە (ئاللاھنىڭ ئەمرىگە) ئاسىيلىق قىلدى. ئاندىن پىرئەۋن (مۇسادىن) يۈز ئۆرۈپ (ھىيلە ـ مىكىر ئىشلىتىشكە) كىرىشتى.

سَعَى إِلَى الْمَكَانِ: مەلۇم جايغا باردى، يۈگۈردى.

سَعَى بِهِ: چېقىمچىلىق قىلدى، سۆزەنچىلىك قىلدى.

«سَعَى بِهِ أَعْدَاؤُهُ عِنْدَ الْحَاكِمِ فَدَخَلَ السِّجْنَ»: ئۇنىڭ دۈشمەنلىرى باشلىقتا چاققانىدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇ تۈرمىگە كىرىپ كەتتى.

سَعَى بِيَدَيْهِ وَرِجْلَيْهِ: زور دەرىجىدە تىرىشچانلىق كۆرسەتتى.

سَعَى بَيْنَ الصَّفَا وَالْمَرْوَةِ: سەفا بىلەن مەرۋە ئارىسىدا يورغىلاپ ماڭدى.

سَعَى فِي طَلَبِ الرِّزْقِ: رىزقى تەلەپ قىلىش يولىدا ھەرىكەتلەندى.

سَعَى فِي الْأَرْضِ فَسَادًا: يەر يۈزىدە پىتنە ـ پاسات تېرىدى.

«نَسْعَى إِلَى الْحُصُولِ عَلَى حُقُوقِنَا»: ھوقۇقلىرىمىزنى قولغا كەلتۈرۈشكە تىرىشىمىز.

سَعْيٌ: تىرىشماق، ئۇرۇنماق، سەئي قىلماق؛ سۈيىقەست قىلماق.

سَعِيدٌ ج سُعَدَاءُ: تەلەيلىك، ئامەتلىك، بەختلىك.

«يَبْدُو أَنَّكَ سَعِيدٌ بِعَمَلِكَ»: قارىغاندا سەن ئۆز ئىشىڭ بىلەن بەختىيار ئوخشايسەن.

نَهَارَكَ سَعِيدٌ: كۈندۈزىڭىز خەيرلىك بولسۇن!

عَامٌ سَعِيدٌ: يېڭى يىلىڭىزغا مۇبارەك بولسۇن!

عِيدٌ سَعِيدٌ: ھېيتىڭىزغا مۇبارەك بولسۇن!

سَعِيرٌ ج سُعُرٌ: ئوت، ئوت يالقۇنى.

سَعِيرُ النَّارِ: يالقۇنلۇق ئوت.

«خَبَا سَعِيرُ النَّارِ»: ئوتنىڭ يالقۇنى پەسەيدى.

«فَإِنَّا أَعْتَدْنَا لِلْكَافِرِينَ سَعِيرًا» (قۇرئان)؛ شۈبھىسىزكى، بىز كۇففارلارغا دوزاخنى تەييارلىدۇق.

«إِنَّ الْمُجْرِمِينَ فِي ضَلَالٍ وَسُعُرٍ» (قۇرئان)؛ گۇناھكارلار ھەقىقەتەن (دۇنيادا) گۇمراھلىقتىدۇر، (ئاخىرەتتە) دوزاختىدۇر.

سَعِيطٌ: ئۆتكۈر ھىد؛ ھاراق ۋە باشقىلارنىڭ ھىدى؛ پۇراقنىڭ ئۆتكۈرلىكى.

سَعَنَّةٌ: ياخشىلىق ئالامىتى؛ شۇملۇق بېشارىتى.

مَالَهُ سَعْنَةٌ: ئۇنىڭ بىر تىيىنمۇ پۇلى يوق.

سُعْنَةٌ ج سُعَنٌ: چېدىر؛ لاگېر؛ بارگاھ.

سِعْوٌ. سِعْوَاءٌ. سِعْوَةٌ: كېچىنىڭ بىرقىسمى، بىر قىسىم ۋاقىت.

سَعْوَةٌ: شام، ئاق موم.

سُعُودٌ: بەختلىك بولماق، قۇتلۇق بولماق.

سُعُودُ النُّجُومِ: ئون يۇلتۇزنىڭ ئومۇمىي ئاتىلىشى، ھەر بىر يۇلتۇزنىڭ ئايرىم نامى بار.

سُعُودَةٌ: بەرىكەت.

سُعُودِيٌّ: سەئۇدى ئەرەبىستانلىق.

سُعُوطٌ: ناسۋال؛ بۇرۇندىن تىمىتىدىغان بىر خىل دورا.

عُلْبَةُ السُّعُوطِ: ناسۋال قۇتىسى.

سَغَابَةٌ: ئاچلىق، ئاچ قالماق، ئىچىرقاپ كەتمەك.

سَغَبَ يَسْغَبُ سَغْبًا و سُغُوبًا الرَّجُلُ: ئاچ قالدى، ئىچىرقاپ كەتتى.

سَغِبَ يَسْغَبُ سَغَبًا وَسَغَابَةً وَمَسْغَبَةً الرَّجُلُ: ئاچ قالدى.

سَغِبٌ ج سِغَابٌ: ئاچ، ئاچ قالغان، ئاچ ئادەم.

سَغَبٌ: ئاچلىق، ئاچ قالماق، ئىچىرقاپ كەتمەك.

سَغْبَانُ م سَغْبَى ج سِغَابٌ: ئاچ ئادەم، قورسىقى ئاچ ئادەم.

سَغَدَ يَسْغَدُ سَغْدًا الْفَصِيلُ أُمَّهُ: تايلاق ئانىسىنى ئەمدى.

اَلسَّغْدُ: سىم ـ سىم يامغۇر.

سَغْسَغَ يُسَغْسِغُ سَغْسَغَةً الدُّهْنَ فِي رَأْسِهِ: بېشىنى مايلىدى.

سَغْسَغَ الطَّعَامَ: يېمەكلىكنى مايلىق قىلىۋەتتى.

**سَغَّعَ الْوَتَدَ:** قوزۇقنى ئورنىدىن قوزغۇۋەتتى.

**سَغَّعَ الشَّيْءَ فِي التُّرَابِ:** نەرسىنى تۇپىغا كۆمدى.

**سَغَّعَ الشَّيْءَ:** نەرسىنى يۇمىلاتتى.

**سَغَّمَ يُسَغِّمُ تَسْغِيمًا الْمَاءَ:** سۇ ئىچكۈزدى.

**سَغَّمَ الْفَصِيلَ:** تايلاقنى سەمىرتتى.

**سَغَّمَ الطَّعَامَ دُهْنًا:** تاماقنا ياغ قۇيدى.

**سَغَّمَ الْوَلَدَ:** بالىنى تەربىيىلىدى، پەرۋىش قىلدى؛ ياخشى غىزالاندۇردى، ياخشى ئوزۇقلاندۇردى.

**سَغِلَ يَسْغَلُ سَغَلاً الْفَرَسُ:** ئات ئاجىزلىدى، ئورۇقلىدى، يادىدى.

**اَلسَّغِلُ:** پۇتلىرى ئىنچىكە، جۇغى كىچىك؛ بەتخۇي، ئەخلاقسىز؛ ئوزۇقلىنىشى ناچار.

**سَغَمَ يَسْغَمُ سَغْمًا ـ هُ:** يۈرىكىنى مۇجىمۇەتتى، قاتتىق ئەزىيەت يەتكۈزدى، قاتتىق رەنجىتتى.

**اَلشَّغْنُ ج أَشْغَانٌ:** ناچار تاماق.

**سَفَا يَسْفُو سَفْوًا الرَّجُلُ:** تېز ماڭدى.

**سَفَا فُلَانٌ:** ئاللاھقا خۇشۇ ـ خۇزۇ بىلەن ئىبادەت قىلدى.

**اَلسَّفَا:** توپا؛ تىكەنلىك دەرەخ؛ باشاقنىڭ قىلتىرىقى؛ سىپكىلەك چاچ.

**اَلسِّفَاءُ:** دورا.

**سِفَاحٌ:** زىنا قىلماق، بۇزۇقچىلىق قىلماق.

**إِبْنُ سِفَاحٍ:** هارامدىن تۇغۇلغان بالا.

**وَلَدٌ مِنَ السِّفَاحِ:** هارامدىن بولغان بالا.

**تَزَوَّجَ بِهَا سِفَاحًا:** نىكاھسىز ئەر ـ خوتۇن بولۇشتى.

**سِفَادٌ:** هايۋانلارنىڭ چېتىلىشىشى، ئەركەك هايۋاننىڭ چىشى هايۋانغا چېپىشى.

**سَفَارَةٌ:** سەپەر قىلماق.

**سِفَارَةٌ ج سِفَارَاتٌ:** ئەپلەشتۈرمەك، ياراشتۇرماق، ئارىنى تۈزىمەك، سۆلھى قىلماق؛ كونسۇلخانا؛ باش ئەلچىخانا، كونسۇللۇق ئەمەل، باش كونسۇللۇق خىزمىتى.

**سُفَارَةٌ:** ئەخلەت.

**سُفَاطَةٌ:** ئۆي سايمىنى، ئۆي جاھازلىرى.

**سَفَالَةٌ:** پەسلىك، پەسكەشلىك، تۆۋەنلىك، ناچارلىق.

**سَفَالَةُ الشَّيْءِ:** نەرسىنىڭ تۆۋىنى، پەس تەرىپى، ئۇلى، ئاستى، تېگى، يىلتىزى، تەگىزى.

**سِفَانَةٌ:** كېمىسازلىق ساناتى.

**سَفَاهَةٌ:** ئەخمەقلىق، گالۋاڭلىق، نادانلىق.

**سُفْتَجَةٌ ج سَفَاتِيجُ:** پېرېۋوت، پۇل چېكى، پېرېۋوت چېكى.

**سَفَحًا وَ سُفُوحًا الدَّمَ أَوِالدَّمْعَ أَوِالْمَاءَ أَوْنَحْوَ ذَلِكَ:** تۆكتى، ئاققۇزدى.

**سَفَحَ سُمْعَتَهُ:** ئۇنىڭ ئابرۇيىنى تۆكتى، ئۇنىڭ هۆرمىتىگە هاقارەت كەلتۈردى.

**«سَفَحَ دَمَ أَعْدَائِهِ»:** دۈشمەنلەرنىڭ قېنىنى تۆكتى.

**سَفْحٌ ج سُفُوحٌ:** باغرى، ئېتەكى، تۈۋى.

**سَفْحُ الْجَبَلِ:** تاغ باغرى، تاغ ئېتەكى، تاغ تۈۋى.

**«صَعِدَ مِنْ سَفْحِ الْجَبَلِ إِلَى قِمَّتِهِ»:** تاغ ئېتەكىدىن چوققىسىغا يامىشىپ چىقتى.

**سَفَدَ سَفْدًا ذَكَرُ الْحَيَوَانِ أُنْثَاهُ:** هايۋاننىڭ ئەركىكى چىشىسى بىلەن جۈپلەشتى، چېتىشتى، چېپىلدى.

**سَفَرَ يَسْفُرُ سُفُورًا الرَّجُلُ:** سەپەر قىلدى.

**سَفَرَ يَسْفُرُ وَ يَسْفِرُ سَفْرًا سَفَارَةً بَيْنَ النَّاسِ:** خەت ـ چەك توشىدى؛ كىشىلەرنىڭ ئارىسىنى تۈزىدى، ئەپلەشتۈردى.

**سَفَرَ يَسْفُرُ سَفْرًا الْكِتَابَ:** كىتاب يازدى.

**سَفَرَ الشَّيْءَ:** ئاشكارىلىدى، ئاچتى، ئېچىپ بەردى، روشەنلەشتۈردى، ئايرىۋەتتى، ئاجرىتىۋەتتى.

**«سَفَرَتْ عَنْ وَجْهِهَا»:** يۈزىنى ئېچىۋەتتى.

**سَفَرَ الْبَيْتَ:** ئۆينى سۈپۈردى.

**سَفَرَ الصُّبْحُ:** تاڭ يورىدى، تاڭ ئاتتى.

**«سَفَرَ الصُّبْحُ وَبَعْدَ قَلِيلٍ سَتُشْرِقُ الشَّمْسُ»:** تاڭ يورىدى، ئازغىنا ۋاقىتتىن كېيىن قۇياش يورۇيدۇ.

**سَفَرَتِ الْمَرْأَةُ:** يۈزىنى ئاچتى، يۈزىنى ئېچىۋەتتى.

**سَفَرٌ ج أَسْفَارٌ:** سەپەر قىلماق، يولغا چىقماق، كۆچمەك، يۈرۈش قىلماق؛ سەپەر.

**سَفَرُ الْبَحْرِ:** دېڭىز سەپىرى.

**سَفَرُ الْبَرِّ:** قۇرۇقلۇق سەپىرى.

**«لَقَدْ لَقِينَا مِنْ سَفَرِنَا هَذَا نَصَبًا»** «قۇرئان»: بۇ سەپىرىمىزدە ھەقىقەتەن چارچاپ كەتتۇق.

**نَفَقَاتُ السَّفَرِ:** يول راسخوتى.

**سِفْرٌ ج أَسْفَارٌ:** چوڭ كىتاب، كلاسسىك ئەسەر؛ تەۋراتنىڭ پارىلىرى.

**«أَلَّفَ أَسْفَارًا كَثِيرَةً»**: نۇرغۇن كىتابلارنى يازدى.

**اَلْأَسْفَارُ الْمُنْزَلَةُ:** مۇقەددەس كىتابلار، ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن نازىل بولغان كىتابلار.

**سَفْرٌ:** يولۇچى.

**قَوْمٌ سَفْرٌ:** يولۇچىلار.

**سَفْرَةٌ ج سَفَرَاتٌ:** بىر قېتىملىق سەپەر.

**سُفْرَةٌ ج سُفَرٌ:** ئوزۇق؛ مۇساپىرنىڭ ئوزۇقى، مۇساپىرنىڭ تامىقى - يولۇچىنىڭ تامىقى، يولۇچىنىڭ دەستۇرخانى؛ شىرە.

**سُفْرَةُ الْجُنْدِيِّ:** ھەربىيلەرنىڭ نورمىلىق تەمىناتى.

**«جَلَسَتْ وَفَاءٌ مَعَ أُمِّهَا وَأَبِيهَا إِلَى السُّفْرَةِ»**: ۋەفائو ئانىسى ۋە دادىسى بىلەن بىرگە داستىخاندا ئولتۇردى.

**سَفَرْجَلٌ ج سَفَارِجُ:** بىھى.

**سَفَرْجَلَةٌ:** بىر تال بىھى.

**سَفَرِيٌّ:** سەپەرگە مۇناسىۋەتلىك، سەپەرگە ئائىت.

**سَفْسَاقٌ ج سَفَاسِقُ:** ناچار نەرسە.

**سَفَاسِقُ الْأُمُورِ:** يارىماس ئىشلار، ئۇششاق ئىشلار، ئۇششاق - چۈششەك ئىشلار.

**«لاَ تُضِعْ وَقْتَكَ فِي سَفَاسِقِ الْأُمُورِ»**: ۋاقتىڭنى مەنىسىز ئىشلار بىلەن زايا قىلما!

**اِشْتَغَلَ بِسَفَاسِقِ الْأُمُورِ:** مەنىسىز ئىشلار بىلەن شۇغۇللاندى، ئەخمەقلىق قىلدى، پەلىپەتىش ئىشلار بىلەن شۇغۇللاندى.

**سَفْسَقَ يُسَفْسِقُ سَفْسَقَةً الدَّقِيقَ:** ئۇننى تاسقىدى.

**سَفْسَطَ يُسَفْسِطُ سَفْسَطَةً:** سەپسەتە توقۇدى، نەيرەڭۋازلىق قىلدى، قۇرۇق گەپ ساتتى.

**سُفِسْطَائِيٌّ:** سەپسەتىچى، سەپسەتىۋاز.

**سَفْسَطَةٌ ج سَفْسَطَاتٌ:** سەپسەتە، قۇرۇق گەپ.

**سَفَطَ يَسْفُطُ سَفْطًا السَّمَكَ:** بېلىقنىڭ قاسىرىقىنى قىردى.

**سَفَطَ الْوَرَمُ:** ئىششىق ياندى.

**سَفَطٌ:** بېلىق قاسىرىقى.

**سَفَطٌ ج أَسْفَاطٌ:** سېۋەت؛ زىبۇ زىننەت قۇتىسى.

**سَفَعَ يَسْفَعُ سَفْعًا الشَّمْسُ وَجْهَهُ:** ئۇنىڭ يۈزىنى ئاپتاپ كۆيدۈرۈۋەتتى، يۈزىنى ئاپتاپ قارايتىۋەتتى.

**سَفَعَ فُلاَنًا:** پالانىنى كاچاتلىدى، شاپىلاقلىدى، تەستەكلىدى.

**سَفَعَ بِنَاصِيَتِهِ:** كوكۇلىسىدىن تۇتۇپ سۆرىدى.

**«كَلَّا لَئِنْ لَمْ يَنْتَهِ لَنَسْفَعَنْ بِالنَّاصِيَةِ نَاصِيَةٍ كَاذِبَةٍ خَاطِئَةٍ»** «قۇرئان»: ئۇ گۇمراھلىقتىن يانسۇن، ئەگەر ئۇ بۇنىڭدىن يانمىسا، چوقۇم ئۇنىڭ كوكۇلىسىدىن - يالغانچى گۇناھكارنىڭ كوكۇلىسىدىن تۇتۇپ (جەھەننەمگە) سۆرەيمىز.

**سُفْعَةٌ ج سُفَعٌ:** قارا داغ، سەپكۈن.

**سَفَّ يَسَفُّ سَفًّا الدَّوَاءَ أَوِ الْمَسْحُوقَ:** دورىنى يېيدى.

**سَفَّ يَسِفُّ سَفِيفًا الطَّائِرُ:** قۇش پەس ئۇچتى، پەس ئۇچۇپ ئۆتۈپ كەتتى.

**سِفٌّ. سُفٌّ:** ئوق يىلان.

**سَفَّاحٌ ج سَفَّاحُونَ:** جاللات، قان تۆككۈچى، پوكانچى، كاللا كېسەر؛ ساففاھ (ئابباس خانىدانلىقىدىكى بىر خاننىڭ لەقىمى).

**سَفَّاكٌ:** تۆككۈچى، چاچقۇچى.

**سَفَّاكٌ لِلدِّمَاءِ:** جاللات، قانخور، قاتىل.

**سَفَّحَ يُسَفِّحُ تَسْفِيحًا:** پايدىسىز ئىش قىلدى.

**سَفَّرَ يُسَفِّرُ تَسْفِيرًا ـ هُ:** سەپەر قىلدۇردى، يولغا سالدى.

**سَفَّدَ تَسْفِيدًا اللَّحْمَ:** زىختا گۆشنى ئۆتكۈزدى، زىخ كاۋاپ قىلدى.

**«أُلْقِيَ الْقَبْضُ عَلَيْهِ وَسُفِّرَ إِلَى بَلَدِهِ»:** ئۇ قولغا ئېلىنىپ ئۆز يۇرتىغا يولغا سېلىنىۋېتىلدى.

**سَفَّطَ يُسَفِّطُ تَسْفِيطًا الْحَوْضَ:** كۆلنى رېمونت قىلىپ سۇۋۇدى.

**سَفَّعَ يُسَفِّعُ تَسْفِيعًا الشَّمْسُ وَجْهَهُ:** ئاپتاپ ئۇنىڭ يۈزىنى كۆيدۈرۈۋەتتى، قارايتىۋەتتى.

**سَفَّكَ يُسَفِّكُ تَسْفِيكًا:** تاتلىق - تۇرۇم ئېلىپ كەلدى.

**سَفَّلَ يُسَفِّلُ تَسْفِيلًا ـ هُ:** تۆۋەنلەتتى، تۆۋەنگە ئەۋەتتى.

**سَفَّنَ يُسَفِّنُ تَسْفِينًا الشَّيْءَ:** پۈتىدى، رەندىلىدى، يۇمشاتتى، يونىدى.

**سَفَّهَ يُسَفِّهُ تَسْفِيهًا الرَّجُلَ:** ھاماقەتلىككە نىسبەت بەردى، شاللاقلىقتا نىسبەت بەردى، ھاماقەت دەپ قارىدى، ئەخمەق ھېسابلىدى.

**«سَفَّهَهُ أَمَامَ أَصْحَابِهِ»:** دوستلىرىنىڭ ئالدىدا ئۇنى ھاماقەت قىلدى.

**سَفُّودٌ ج سَفَافِيدُ:** زىخ.

**سَفُّودٌ يُشْوى عَلَيْهَا اللَّحْمُ:** كاۋاپ پىشۇرىدىغان زىخ.

**سَفُّورٌ:** دېڭىز كىرپىسى.

**سَفَقَ يَسْفِقُ سَفْقًا الْبَابَ:** ئىشىكنى قاتتىق ياپتى، ئىشىكنى «جاق» قىلىپ ياپتى.

**سَفَكَ يَسْفِكُ سَفْكًا الْمَاءَ أَوِالدَّمَ أَوِ الدَّمْعَ أَوْ نَحْوَ ذَلِكَ:** تۆكتى، ئاققۇزدى، قۇيدى.

**«وَإِذْ أَخَذْنَا مِيثَاقَكُمْ لَا تَسْفِكُونَ دِمَاءَكُمْ» «قۇرئان»:** ئۆز ۋاقتىدا بىر - بىرىڭلارنىڭ قېنىنى تۆكمەسلىككە سىلەردىن چىن ئەھدە ئالغان ئىدۇق.

**«سَفَكُوا الدِّمَاءَ وَنَهَبُوا الْمُمْتَلَكَاتِ»:** قىرغىنچىلىق يۈرگۈزدى ۋە مال - مۈلۈكنى بۇلاڭ - تالاڭ قىلدى.

**سَفْكٌ:** تۆكمەك، قويماق.

**سَفْكُ الدِّمَاءِ:** قان تۆكمەك، قان ئاققۇزماق.

**سُفْكَةٌ:** (رەسمىي تاماقتىن ئىلگىرى يېيىلىدىغان) ئۇششاق يېمەكلىكلەر، تاتلىق - تۇرۇم، ئاددى يېمەكلىك.

**سَفَلَ يَسْفُلُ سُفُولًا فِي الشَّيْءِ:** تۆۋەنلىدى، پەسلىدى.

**سَفَلَ فِي الْجَبَلِ:** تاغدىن چۈشتى.

**سَفَلَ فِي خُلُقِهِ:** ئەخلاقىي چۈشكۈنلەشتى، ئەخلاقىي ناچارلاشتى.

**سَفُلَ يَسْفُلُ سَفَالَةً:** رەزىللەشتى، پەسلەشتى، ئىپلاسلىق قىلدى.

**سِفْلٌ:** تۆۋەن، پەس، ناچار.

**سُفْلُ الْحَائِطِ:** تېگى، تام تۈۋى.

**سَفْلَتَ يُسَفْلِتُ سَفْلَتَةً الطَّرِيقَ:** يولغا سېمونت ياتقۇزدى، قاراماي ياتقۇزدى.

**سَفَلَةٌ. سَفِلَةٌ. سِفْلَةٌ:** قولاق كەستى، لۈكچەك، رەزىل كىشىلەر، پەسكەش ئادەملەر.

**سُفْلَى ج سُفْلَيَاتٌ:** تۆۋەن تەرىپى، تۆۋەن قىسمى، ئەڭ تۆۋەن قىسمى.

**«وَجَعَلَ كَلِمَةَ الَّذِينَ كَفَرُوا السُّفْلَى» «قۇرئان»:** كۇففارلارنىڭ سۆزىنى (يەنى شېرىك كەلىمىسىنى) پەس قىلدى.

**سُفْلِيٌّ:** تۆۋەنكى، ئاستى، تۆۋەن تەرىپى.

**سَفَنَ يَسْفُنُ سَفْنًا وَ سُفُونًا الرِّيحُ:** شامال چاڭ - توزان كۆتۈردى، چاڭ چىقاردى.

**سَفَنَ يَسْفِنُ سَفْنًا الشَّيْءَ:** سويدى، ئاقلىدى، قىردى (مېۋە قاتارلىقلارنى).

**سِفْنَةٌ:** (يۇرچاق قاتارلىقلارنىڭ) پوستى.

**سَفُهَ يَسْفُهُ سَفَاهَةً:** نادان بولدى، گالۋاڭ بولدى، ھاماقەت بولدى.

**سَفِهَ يَسْفَهُ سَفَهًا وَسَفَاهَةً:** ئەخمەقلىق قىلدى، گالۋاڭلىق قىلدى.

**«وَمَنْ يَرْغَبُ عَنْ مِلَّةِ إِبْرَاهِيمَ إِلَّا مَنْ سَفِهَ نَفْسَهُ» «قۇرئان»:** ئۆزىنى ئەخمەق قىلغانلاردىن باشقا كىم ئىبراھىمنىڭ دىنىدىن يۈز ئۆرۈيدۇ.

**سَفِهَ عَلَيْهِ:** خورلىدى، كەمسىتتى.

«لاَ تَشَفَّةَ عَلَى أَحَدٍ» : ھېچ ئادەمنى كەمسىتمىگىن.

سَفَةٌ: ئەخمەقلىق، نادانلىق، گالۋاڭلىق.

سُفُوْرٌ: يۈزنى ئاچماق، چۈمبەلنى ئېلىۋەتمەك.

مَسْأَلَةُ الشُّفُورِ: ئاياللارنىڭ چۈمبەلسىز يۈرۈش مەسىلىسى.

سَفُوقٌ: تالقان دورا، كۇۋاق دورا.

سَفُونٌ: يەر يۈزىنى سىلىكىتىدىغان شامال.

سَفَى يَسْفِي سَفْيًا الرِّيحُ التُّرَابَ: شامال توپا توزۇتتى، ئۇچۇردى.

سَفِيحٌ: قوپال كىيىم، يېرىك كىيىم.

سَفِيرٌ ج سُفَرَاءُ: ياراشتۇرغۇچى، ئارىنى تۈزىگۈچى، ئەپلەشتۈرگۈچى، ۋاسىتىچى، ئوتتۇرىدىكى ئادەم؛ باش ئەلچى.

«تَبَادَلَتِ الدَّوْلَتَانِ الشُّفَرَاءَ» : ئىككى دۆلەت ئەلچىلەرنى ئالماشتۇردى.

سَفِيرٌ بَابَوِيٌّ: رىم پاپىسىنىڭ باش ئەلچىسى.

سَفِيرٌ دُوَلِيٌّ: كونسۇل.

سَفِيرَةٌ ج سُفَرَاءُ: ئالتۇن ياكى كۈمۈشتىن ئىشلەنگەن مېدالىيون، بويۇنغا ئاسىدىغان ئالتۇن زەنجىر.

سَفِيْقٌ: ئالۋاستى؛ ئېپىل، تۆشباغ؛ ئۇلاڭ، تارتما.

سَفِيْقٌ. سَفِيْقَةٌ ج سَفَائِقُ: خورما يوپۇرمىقىدىن توقۇلغان ئارغامچا؛ ئېپىلىنىڭ ئىسمى.

سَفِيقٌ: قويۇق، زىچ.

سَفِيْقُ الْوَجْهِ: يۈزى قېلىن، نومۇسسىز، داپ يۈز، يۈزسىز.

سَفِيْقَةٌ: ئالتۇن قەغەز، كۈمۈش قەغەز.

سَفِيلٌ: ئەڭ تۆۋەن، ناچار؛ بىتەلەي.

سَفِينَةٌ ج سُفُنٌ و سَفِينٌ و سَفَائِنُ: كېمە، پاراخوت.

سَفِينَةُ الشَّحْنِ: يۈك پاراخوتى.

سَفِينَةٌ مُحَطِّمَةُ الجَلِيدِ: مۇز يارغۇچى پاراخوت.

سَفِينَةٌ وَاضِعَةُ الأَلْغَامِ: مىنا ئورنىتىش كېمىسى.

سَفِينَةٌ حَامِلَةٌ لِلطَّائِرَاتِ: ئاۋىئاماتكا.

سَفِينَةٌ حَرْبِيَّةٌ: ئۇرۇش پاراخوتى.

سَفِينَةٌ تِجَارِيَّةٌ: سودا كېمىسى، سودا پاراخوتى.

سَفِينَةُ الصَّحْرَاءِ: تۆگە، چۆل كېمىسى.

سَفِينَةُ الْبَرِّ: تۆگە.

سَفِينَةُ الْفَضَاءِ: ئالەم كېمىسى.

سَفِيهٌ ج سُفَهَاءُ و سِفَاهٌ م سَفِيهَةٌ ج سِفَاه: ئەخمەق، نادان، گالۋاڭ، ھەددىدىن ئاشقان، شاللاق، دۆت، جاھىل، كالۋا.

«وَأَنَّهُ كَانَ يَقُولُ سَفِيهُنَا عَلَى اللّٰهِ شَطَطًا» (قۇرئان) : بىزنىڭ ئارىمىزدىكى ئەخمەق (يەنى ئىبلىس) ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ كاتتىلىقىغا نالايىق سۆزلەرنى قىلدى.

«وَلاَ تُؤْتُوا السُّفَهَاءَ أَمْوَالَكُمُ الَّتِي جَعَلَ اللّٰهُ لَكُمْ قِيمًا» (قۇرئان) : ئاللاھ تىرىكچىلىكىڭلارنىڭ ئاساسى قىلغان ماللىرىڭلارنى ئەخمەقلەرگە تۇتقۇزۇپ قويماڭلار.

سِقَاءٌ ج أَسْقِيَةٌ و أَسْقِيَاتٌ وَ أَسَاقٍ: تۇلۇم.

سُقَاطٌ ج سُقَاطَةٌ: يەرگە چۈشكەن نەرسە.

«جَمَعَ سُقَاطَةَ الشَّجَرِ» : ئۇ دەرەخ غازاڭلىرىنى يىغدى.

سِقَاطٌ: يەرگە تۆكۈلگەن خورما غورىسى؛ قۇش قانىتى؛ خاتالىق، نۇقسان.

سُقَاطَةٌ ج سُقَاطَاتٌ: ئىلغۇچ، تاقاق، دەم، لوك، كىلىتالىك.

«أَقْفَلَ الْبَابَ بِالسُّقَاطَةِ» : ئۇ ئىشىكنى ئىلغۇچ بىلەن تاقىدى.

سَقَالَةٌ ج سَقَائِلُ وَ سُقَالاَتٌ: ئۇستەل، شىرە، پەشتاق، سۇپا؛ پىيدال؛ تامچىنىڭ جازىسى.

سَقَامٌ: كېسەل، كېسەللىك، ئاغرىق؛ ئورۇقلۇق.

آلسِّقَاوَةُ الرِّئَوِيَّةُ: ماشقا كېسىلى.

آلسِّقَاوَةُ تېرە كېسەللىكلىرى.

آلسِّقَاوَةُ الْجِلْدِيَّةُ: تېرە كېسەللىكلىرى؛ چىقان.

آلسِّقَايَةُ: مەككىدە ھاجىلارنى ئۇسسۇزلۇق بىلەن تەمىنلەش ۋەزىپىسى، سۇ بىلەن تەمىنلەش

خىزمىتى؛ قاچا، سۇ ئىچىدىغان قاچا، سۇ ئىچىدىغان جاي.

«جَعَلَ السِّقَايَةَ فِي رَحْلِ أَخِيهِ» «قۇرئان» : ئۇ قەدەھنى ئۇ كىشىنىڭ يۈكى ئىچىگە سېلىپ قويدى.

سِقَايَةُ الْحَاجِّ: مەككىدە ھاجىلارنى ئۇسسۇزلۇق بىلەن تەمىنلەش ۋەزىپىسى، سۇ بىلەن تەمىنلەش خىزمىتى.

«أَجَعَلْتُمْ سِقَايَةَ الْحَاجِّ وَعِمَارَةَ الْمَسْجِدِ الْحَرَامِ كَمَنْ آمَنَ بِاللّٰهِ» : سىلەر ھاجىلارنى سۇ بىلەن تەمىنلەشنى، مەسچىتى ھەرەمنى ئاۋات قىلىشنى ئاللاھقا ئىمان ئېيتقانلارغا ئوخشاش ھېساپلامسىلەر؟

سُقَايَةٌ: سۇ توپلاش ئۈچۈن ياسالغان كۆل.

سَقِبَ يَسْقَبُ سَقْبًا وَ سُقُوبًا الدَّارُ: ھويلا يېقىنلاشتى، ئاز قالدى، تۇتاشتى.

سَقْبٌ ج سُقُوبٌ و أَسْقُبٌ و سِقَابٌ: تايلاق، بوتىلاق.

سَقْبٌ ج سِقْبَانٌ: چېدىرنىڭ تۈۋرۈكى.

سَقَبٌ: يېقىن.

سَقِتَ يَسْقَتُ سَقْتًا وَسِقَاتًا: خاپا بولدى.

سَقَحَةٌ: قاقاس، تاقىر، قۇپقۇرۇق.

سَقَدَ يَسْقُدُ سَقْدًا الْفَرَسَ: ئاتنى ئورۇقلاتتى، جۇدىتىۋەتتى.

سُقْدَةٌ: قىزىل قۇچقاچ.

سَقَرُ: دوزاخ، جەھەننەم.

«سَأُصْلِيهِ سَقَرَ» «قۇرئان» : ئۇنى مەن سەقەرگە (يەنى دوزاخقا) سالىمەن.

سَقْرَةٌ ج سَقَرَاتٌ. سَاقُور: قۇياشنىڭ ئىسسىقلىق ئېنېرگىيىسى.

سَقْسَقَ يُسَقْسِقُ سَقْسَقَةً الطَّائِرُ: قۇش پەس ئاۋازدا سايرىدى.

سَقَطَ يَسْقُطُ سُقُوطًا و مَسْقَطًا: يىقىلدى، چۈشۈپ كەتتى، ساقىت بولدى.

سَقَطَ الْحَرُّ: پىژغىرىم ئىسسىق يېتىپ كەلدى.

سَقَطَ الْحَرُّ عَنَّا: ئىسسىق تۈگىدى.

سَقَطَ فِي الْكَلَامِ: ئورۇنسىز گەپ قىلدى، ئارتۇقچە گەپ قىلدى، ئاغزىدىن چىقىپ كەتتى، دەپ تاشلىدى، خاتالاشتى.

«وَلَمَّا سُقِطَ فِي أَيْدِيهِمْ وَرَأَوْا أَنَّهُمْ قَدْضَلُّوْا» : ئۇلار (موزايغا چوقۇنغانلىقلىرىغا) پۇشايمان قىلغان ۋە راست ئازغانلىقلىرىنى چۈشەنگەن چاغدا.

سَقَطَ فِي الْإِمْتِحَانِ: ئىمتىھاندىن ئۆتەلمىدى.

سَقَطَ فِي قَبْضَتِهِ: ئۇنىڭ چاڭگىلىغا چۈشۈپ كەتتى.

«سَقَطَ الْقَلَمُ مِنْ يَدِي» : قەلەم قولۇمدىن چۈشۈپ كەتتى.

سَقَطَ مِنْ عَيْنِهِ: ھۆرمىتىنى يوقاتتى.

«مَنْ يَتَكَبَّرْ عَلَى النَّاسِ يَسْقُطْ مِنْ عُيُونِهِمْ» : كىمىكى كىشىلەرگە تەكەببۇرلۇق قىلسا، ئۇ ئۇلارنىڭ نەزىرىدىن قالىدۇ.

سَقَطَ عَلَى ضَالَّتِهِ: يۈتتۈرۈپ قويغان نەرسىنى تاپتى، يوقالغان نەرسە تېپىلدى.

سَقَطَ أَرْضًا: ھارغىنلىقتىن تەڭپۇڭلۇقىنى يوقۇتۇپ يەرگە يىقىلدى.

سَقَطَتِ الْحُكُومَةُ: ھۆكۈمەت تەختىدىن چۈشتى.

سُقِطَ فِي يَدِهِ: تېڭىرقاپ قالدى.

سَقَطَ الْقَوْمُ إِلَيْهِ: ئۇنىڭكىگە چۈشتى.

يَسْقُطُ الْإِسْتِعْمَارُ: يوقالسۇن مۇستەملىكىچىلىك.

سُقْطٌ. سِقْطٌ ج أَسْقَاطٌ: بويىدىن ئاجراپ كەتكەن بالا، چالا تۇغۇلغان بالا.

سَقْطٌ. سَقَطٌ ج أَسْقَاطٌ: يارامسىز، ناچار، ئەسكى، كارغا كەلمەس، ئەرزىمەس، ساغلام بولمىغان؛ رەسۋاچىلىق؛ ھايۋاننىڭ ئىچكى ئەزالىرى؛ سۆز؛ يېزىق ۋە ئىشتىكى خاتالىق.

سَقَطُ الْمَتَاعِ: كېرەكسىز نەرسە، پايدىسىز نەرسە، ھېچ ئىشقا يارىمايدىغان نەرسە، ئەرزىمەس.

سَقْطَةٌ ج سَقَطَاتٌ: ئۆرۈلۈپ چۈشمەك، يىقىلىپ چۈشمەك؛ سەۋەنلىك، خاتالىق.

«سَقَطَ سَقْطَتَيْنِ» : ئۇ ئىككى قېتىم يىقىلدى.

«كَانَ كَثِيرَ السَّقَطَاتِ» : ئۇ كۆپ مۈدۈرگەن ئادەم.

**سَقْطِيٌّ**: كونا كىيىم ساتقۇچى، كونا كىيىم سودى-
گەرى.

**سَقَعَ يَسْقَعُ سَقْعًا**: شاپىلاقلىدى، شاپىلاق ئۇردى،
كەتتى.

**سَقَعَ الدِّيكُ**: خوراز چىللىدى.

**سَقْعَةٌ**: جاۋاب قايتۇردى.

**سُقْعٌ ج أَسْقَاعٌ**: ئورۇن، جاي، يەر، ئۆي؛ تەرەپ.

**سَقَفَ يَسْقُفُ سَقْفًا الْبَيْتَ**: ئۆينىڭ تورۇسىنى
ياپتى.

**سَقْفٌ ج سُقُوفٌ و أَسْقُفٌ و سُقُفٌ**: ئۆگزە،
تورۇس.

**سَقْفٌ خَارِجِيٌّ**: ئۆگزە.

**سَقْفُ الْحَلْقِ**: تاڭلاي.

**مِصْبَاحُ السَّقْفِ**: ئۆي تورۇسى چىرىغى.

**سَقَّاءٌ ج سَقَّاؤُونَ**: سۇ ساتقۇچى، سۇ توشۇغۇچى،
ئەپكەشچى.

**«إِنْتَهَى عَهْدُ السَّقَّائِينَ»**: ئەپكەشچىلەر زامانى
تۈگىدى.

**سَقَّاطٌ**: كونا مال ساتقۇچى، ئۆتكۈر قىلىچ.

**سَقَّافٌ**: ئۆگزە رېمونت قىلغۇچى.

**سَقَّفَ يُسَقِّفُ تَسْقِيفًا الْبَيْتَ**: تورۇسنى ياپتى.

**سَقَّمَ يُسَقِّمُ تَسْقِيمًا ـ هُ**: كېسەل قىلدى.

**«سَقَّمَهُ الْقَلَقُ وَالْإِرْهَاقُ»**: ئەنسىزچىلىك ۋە
هارغىنلىق ئۇنى كېسەل قىلىۋەتتى.

**سَقَّى يُسَقِّي تَسْقِيَةً الرَّجُلَ**: كۆپ سۇ بەردى، كۆپ
سۇغاردى.

**سَقْلَبَ يُسَقْلِبُ سَقْلَبَةً ـ هُ**: ئاغدۇردى، يىقىتتى،
غۇلاتتى.

**سَقْلَبِيٌّ**: سىلاۋيان، سىلاۋيانلار؛ سىلاۋيان
مىللىتى.

**سَقْلَبِيُّ الْجِنْسِ**: سىلاۋيانلىق، سىلاۋيانچە.

**سَقِمَ يَسْقَمُ سَقَمًا وَسَقَامًا**: كېسەل بولۇپ قالدى،
ئاغرىپ قالدى، كېسەللىكى ئۇزۇنغا سوزۇلدى.

**«كَانَ يُكْثِرُ مِنَ التَّوَابِلِ فَسَقِمَ»**: دورا -
دەرمەكنى ئىستېمال قىلىپ كېسەل بولۇپ
قالدى.

**سَقَمَ يَسْقُمُ سَقَامًا**: كېسەل بولدى، ئاغرىق
بولدى.

**سُقْمٌ، سَقَمٌ ج أَسْقَامٌ**: كېسەل، كېسەللىك،
ئاغرىق، ئاغرىق - سىلاق؛ ئورۇقلۇق، ياداڭغۇ-
لۇق، جۇدەڭلىك.

**سَقُوطٌ**: چۈشۈپ كەتكۈچى.

**سُقُوطٌ**: ئۆرۈلۈپ كېتىش، يىقىلىپ چۈشۈش،
غۇلاپ چۈشۈش، خاراب بولۇش.

**سُقُوطُ الْحَقِّ**: مەنسەپ، هوقۇق قاتارلىقلارنى
قولدىن بېرىپ قويۇش، يوقۇتۇپ قويۇش.

**سُقُوطُ الدَّعْوَى**: ئەرزنىڭ بىكار قىلىنىشى.

**سَقَى يَسْقِي سَقْيًا الرَّجُلَ الْمَاءَ**: ئۇسسۇزلۇق
بەردى، سۇغاردى، سۇ ئىچكۈزدى.

**سَقَى الدَّابَّةَ**: ئۇلاغنى سۇغاردى.

**«سَقَى اللهُ الْأَرْضَ غَيْثًا أَوْ مَطَرًا»**: ئاللاھ
زېمىنغا يامغۇر ياغدۇردى.

**«وَسَقَاهُمْ رَبُّهُمْ شَرَابًا طَهُورًا» (قرآن)**: پەرۋەر-
دىگارى ئۇلارنى پاك شاراب بىلەن سۇغاردى.

**سَقَى بَطْنُهُ**: قورسىقى ئىششىپ قالدى.

**سَقَى اللهُ أَيَّامَهُ**: ئاللاھ ئۇنى خوش چاغ قىلسۇن،
ئاللاھ ئۇنىڭ كۈنلىرىگە بەرىكەت ئاتا قىلسۇن.

**سَقْيٌ**: سۇغارماق، ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرماق.

**سَقْيًا لَهُ وَ رَعْيًا**: خەيرلىك بولسۇن، بەختلىك
بولسۇن، ئامەتلىك كەلسۇن، ياخشىلىق تىلەپ
قىلىنغان دۇئا.

**سِقْيٌ**: سۇغارماق.

**زَرْعُ سِقْيٍ**: هۆل - يېغىنغا تايانماي سۇغىرىلە-
دىغان زىرائەت.

**أَرْضُ سِقْيٍ**: هۆل - يېغىنغا تايانماي سۇغىرىلە-
دىغان زېمىن.

**سُقْيًا**: سۇغارماق، سۇغىرىلىدىغان زېمىن.

**«اَللَّهُمَّ سُقْيَا رَحْمَةٍ لَاسُقْيَا عَذَابٍ» (حديث)**:
ئى ئاللاھ! بىزگە يامغۇرنى زىيانلىق ئەمەس،
پايدىلىق قىلىپ ياغدۇرۇپ بەرگىن.

**سُقْيَا لَهُ**: يامغۇر ياغدۇرۇپ بەرسۇن، هۆل -
يېغىننى كۆپ قىلىپ بەرسۇن.

**سَقِيبَةٌ**: چېدىرنىڭ تۈۋرۈكى.

شعب عنهُ: ئۇنىڭدىن چەتنىدى.

شعب يشعب شعبًا الظّبيُ: جەرەننىڭ ئىككى مۈڭگۈزىنىڭ ئارىلىقى كەڭ بولدى.

شعبٌ ج شعوبٌ: مىللەت؛ تىرىپ؛ قەبىلە؛ خەلق، يۇقىرا.

عامّةُ الشّعب: خەلق ئاممىسى.

﴿وجعلناكم شعوبًا وقبائلَ لتعارفوا﴾ «قرآن»: ئۆزئارا تونۇشۇشۇڭلار ئۈچۈن سىلەرنى نۇرغۇن مىللەت ۋە ئۇرۇق قىلدۇق.

الشّعبُ العربيّ: ئەرەب مىللىتى، ئەرەب خەلقى.

مجلسُ الشّعب: كومىتېت، ھەيئەت، پارلامېنت.

«تزدادُ الإتّصالات بين الشّعب الصّينيّ و شعوب العالَم مع مرور الأيّام»: جۇڭگو خەلقى بىلەن دۇنيا خەلقى ئارىسىدىكى ئالاقە كۈنسايىن كۈچەيمەكتە.

شعبٌ ج شعابٌ: تاغ يولى، چىغىر يول، جىلغا.

شعبُ البحر: يوشۇرۇن خادا تاش.

«أهلُ مكّة أدرى بشعابها» «مثل»: مەككىنىڭ يوللىرىنى مەككىلىك ئوبدان بىلىدۇ، ھەربىر ئادەمنىڭ ئەھۋالى ئۆزىگە ئايان.

شعبٌ ج شعبٌ و شعابٌ: تارماق، بۆلۈم، باشقارما، قىسىم، ياچېيكا؛ سىر.

شعبانٌ ج شعبانات و شعابين: شەئبان (ھىجرىيىنىڭ سەككىزىنچى ئېيى).

شعبةٌ ج شعبٌ و شعابٌ: تارماق، شۆبە؛ شاخ.

شعبُ الرّئة: نەپەس يولى شاخچىلىرى.

«إنطلقوا إلى ظلٍّ ذي ثلاث شعب» «قرآن»: (ئۇلارغا دوزاخ مۇئەككەللىرى:) «سىلەرگە (دۇنيادىكى چېغىڭلاردا) ئىنكار قىلغان (دوزاخ) قا ئارىلىغا بېرىڭلار، ئۈچ شاخلىق سايىگە بېرىڭلار»، (دېيىدۇ).

«قطع شعبةً من الشّجرة»: دەرەخنىڭ بىر شېخىنى كەستى.

«شعبةُ آداب شعبةُ علوم»: ئەدەبىيات كەسپى.

«الحياءُ شعبةٌ من الإيمان» «حديث»: ھايا ئىماننىڭ بىر شاخچىسى.

شعبةُ قرن الأيّل: بۇغا مۈڭگۈزى.

إلتهاب الشّعب الرّئويّة: كاناپچە ياللۇغى.

شعبذ يشعبذ شعبذةً الرّجلُ: ساختىپەزلىك قىلدى.

شعبيٌّ: مىللىي؛ خەلققە مەنسۇپ، خەلقنىڭ.

لباسٌ شعبيٌّ: مىللىيچە كىيىم، مىللىي كىيىم.

«أدب شعبيٌّ»: خەلق ئەدەبىياتى.

شعبيٌّ: نەپەس يولى .... نەپەس يولىدا بولىدىغان، نەپەس يولى خاراكتېرلىك.

شعبيّةٌ: ئاممىباب، ئاممىبابلىق، خەلقچىللىق.

أغانيّ شعبيّةٌ: مىللىي مۇزىكا، خەلق ناخشىلىرى.

حكاياتٌ شعبيّةٌ: خەلق چۆچەكلىرى.

«يتمتّع بشعبيّة كبيرة»: كەڭ ئاممىۋىلىققا ئىگە.

أقمشةٌ شعبيّةٌ: ئەرزان رەختلەر.

نزلةٌ شعبيّةٌ: نەپەس يولى ياللۇغى.

شعث يشعث شعثًا و شعوثةً الشّعرُ: چاچ پاخپىيىپ كەتتى، چۇۋۇلۇپ كەتتى.

شعث الجسمُ: بەدەن كىر بولۇپ كەتتى.

شعث الأمرُ: ئىش چىچىلىپ كەتتى.

شعثٌ م شعثةٌ: پاخپايغان چاچ. چۇۋۇق چاچ.

شعثٌ: چىچىلاڭغۇ. قالايمىقان.

«لمّ الله تعالى شعثكم»: ئاللاھ سىلەرنى جەم قىلسۇن!

شعثاءُ ج شعثٌ: پاخپايغان چاچ. ياقمۇئاش.

شعر يشعُر شعورًا: سەزدى، ھېس قىلدى، بىلدى، ئۇقتى، چۈشەندى.

﴿وما يخدعون إلّا أنفسهم وما يشعرون﴾ «قرآن»: ھەقىقەتتە ئۇلار تۇيماستىن ئۆزلىرىنىلا ئالدايدۇ.

«فَلَمَّا جِئْتُهَا فرحًا كَأَنِّي شَعَرْتُ النَّفسَ فِي الْبَلَدِ الْحَرَامِ»: مەن بۇ يەرگە كېلىپ شۇنداق خۇرسەن بولدۇمكى، خۇددى ئۆزۈمنى ھەرەمدە تۇرغاندەك ھېس قىلىپ قالدىم.

شَعَرَ يَشْعُرُ شِعْرًا: شېئىر ئېيتتى، شېئىر دېكلاماتسىيە قىلدى.

شَعُرَ يَشْعُرُ شِعْرًا: شېئىرغا قابىلىيەت ھاسىل قىلدى.

شَعِرَ يَشْعَرُ شَعَرًا: چاچلىق بولدى.

شَعْرٌ و شَعَرٌ ج شُعُورٌ وَأَشْعَارٌ الواحدة شَعْرَةٌ ج شَعَرَاتٌ: تۈك، چاچ، موي.

شَعْرٌ مُسْتَعَارٌ: يالغان چاچ، ياسما چاچ.

شَعْرُ حِصَانٍ: ئاتنىڭ يالى.

شَعْرَةُ الْعَيْنِ: تەتۈر كىرپىك.

قِيْدَ شَعْرَةٍ: قىلچە.

لَمْ يَتَزَحْزَحْ مِنْ مَوْقِفِهِ قِيْدَ شَعْرَةٍ: مەيدانىدىن قىلچە تەۋرىمىدى.

اَلْمَالُ بَيْنِي وَبَيْنَكَ شَقَّ الشَّعْرَةِ: مال ئارىمىزدا تەڭ بۆلۈنسۇن.

شِعْرٌ ج أَشْعَارٌ: شېئىر.

﴿وَمَا عَلَّمْنَاهُ الشِّعْرَ وَمَا يَنْبَغِي لَهُ إِنْ هُوَ إِلَّا ذِكْرٌ وَ قُرْآنٌ مُبِينٌ﴾ «قرآن»: ئۇنىڭغا (يەنى پەيغەمبەرگە) بىز شېئىر تەلىم بەرمىدۇق. ئۇنىڭغا شېئىر مۇناسىپمۇ ئەمەس، ئۇ پەقەت ۋەز-نەسىھەتتۇر ۋە روشەن قۇرئاندۇر.

شِعْرٌ مَلْحَمِيٌّ: شېئىرىي قىسسە.

شِعْرٌ غِنَائِيٌّ: لىرىك شېئىر.

شِعْرٌ قَصَصِيٌّ: داستان، باللادا.

شِعْرٌ تَمْثِيلِيٌّ: دراما شېئىرى.

بَيْتُ الشِّعْرِ: بېيىت.

نَظْمُ الشِّعْرِ: شېئىر يېزىش.

شِعْرٌ مَنْثُورٌ: چاچما شېئىر.

لَيْتَ شِعْرِي: كاشكى بىلگەن بولسامچۇ!

شُعَرَاءُ ج شُعْرٌ: كۆكۈيۈن؛ ئادەملەرنىڭ قىستاڭچىلىقى؛ شاپتۇلنىڭ بىر خىلى؛ لىمونىنىڭ بىر خىلى؛ دەرەخ؛ ئىنجە كېيىم.

شَعْرَاءُ مِنَ الدَّوَاهِي: ئېغىر ئاپەت.

أَرْضٌ شَعْرَاءُ: دەرەخلىك جاي.

رِمَالٌ شَعْرَاءُ: دەرەخلىك قۇملۇق.

شَعْرَانِيٌّ: يۇڭلۇق، مويلۇق، چاچلىق.

شِعْرَةٌ: ئەۋرەتنىڭ مويى.

نَبَتَتْ شِعْرَتُهُ: ئەۋرىتىنىڭ مويى چىقتى.

شُعْرُورٌ ج شَعَارِيرُ: بوش شائىر، چولتا شائىر، شائىرچاق.

الشِّعْرَى. الشِّعْرَى الْيَمَانِيَّةُ. الشِّعْرَى الْعَبُورُ: يورۇق يۇلتۇز.

﴿وَأَنَّهُ هُوَ رَبُّ الشِّعْرَى﴾ «قرآن»: ئاللاھ شىئرا يۇلتۇزىنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر.

شِعْرِيٌّ: شېئىرلىق، شېئىرنىڭ.

مَقْطُوعَةٌ شِعْرِيَّةٌ: شېئىرىي پارچە.

شَعْرِيٌّ: تۈكلۈك، يۇڭلۇق، چاچلىق؛ يۇڭدەك.

شَعْرِيَّةٌ: ياغاچ پەنجىرە؛ تۇسما تام، تۇساق؛ قورۇق چۆپ.

أُنْبُوبَةٌ شَعْرِيَّةٌ: قىل تومۇر، كاپىللىيار تومۇر.

الْأَوْعِيَةُ الشَّعْرِيَّةُ: قىل قان تومۇر.

شَعْرِيَّةُ الشُّبَّاكِ: پەنجىرە.

شَعْرِيَّةُ الْأَكْلِ: ئۈگرە.

شَعْشَاعٌ: چىچىلىپ كەتكەن.

ظِلٌّ شَعْشَاعٌ: چىقىر ئاپتاپ.

شَعْشَعَ يُشَعْشِعُ شَعْشَعَةً: سۇيۇلدۇردى، سۇيۇقلاتتى؛ ئارىلاشتۇردى؛ يالتىرىدى، جىلۋىلەندى، چاقنىدى.

شَعْشَعَةٌ: سۇيۇلدۇرماق، بوشاتماق؛ پارقىراق، يالتىراق.

شَعَطَ يَشْعَطُ شَعْطًا: قاقلىدى، ئىسسىتتى، كۆيدۈردى، كاۋاپ قىلدى.

شَعْطَةٌ: ئاشقازان ئاغرىقى، مەيدە ئاغرىقى.

شَعَّ يَشِعُّ شَعًّا: چاچتى، تارقاتتى.

شَعَّ الْمَاءَ: سۇنى تۆكتى، قۇيدى.

شَعَّ يَشِعُّ شِعَاعًا النُّورُ: نۇر چېچىلدى، تارقىدى.

شَعَّ الْقَوْمُ: قوۋم تارقىدى.

شَعَّ يَشِعُّ شَعِيعًا: تىنىدى، ئالدىرىدى.

شَعٌّ: ئۆمۈچۈك تورى؛ كۈن شولىسى.

شَعَّبَ يُشَعِّبُ تَشْعِيبًا: ئەۋەتتى؛ تەقسىم قىلدى، بۆلدى.

شَعَّبَ الزَّرْعُ: زىرائەت شاخلاپ كەتتى.

شَعَّبَ الْمَسْئَلَةَ: مەسىلىنى شاخلىتىۋەتتى.

شَعَّثَ يُشَعِّثُ تَشْعِيثًا الشَّيْءَ: نەرسىنى چاچتى؛ تۆكتى.

«شَعَّثَ رَأْسَ السِّوَاكِ»: مىسۋاكنىڭ ئۇچىنى تىتتى.

شَعَّرَ يُشَعِّرُ تَشْعِيرًا الثَّوْبَ: كىيىمنى تىبىرە بىلەن ئەستەرلىدى.

شَعَّلَ يُشَعِّلُ تَشْعِيلًا النَّارَ: ئوت ياقتى، ئوت تۇتاشتۇردى.

شَعِفَ يَشْعَفُ شَعَفًا بِهِ: مەپتۇن بولدى، ئاشىق بىقارار بولدى، ئىشقى ئوتىدا كۆيدى.

شَعِفَ الْجَمَلُ: تۆگە قوتۇر كېسىلى بولدى.

شَعِفَ بِالْأَمْرِ: ئەنسىرىدى، خاتىرجەمسىزلەندى.

شَعَفَ يَشْعَفُ شَعْفًا الْحُبُّ فُلَانًا: ئىشقى-مۇھەببەت پالاننىڭ يۈرىكىنى كۆيدۈردى.

شَعَفٌ: تۆگىنىڭ لوككىسى.

شَعَفَةٌ ج شِعَافٌ وَ شَعَفَاتٌ وَ شُعَفٌ وَ شُعُوفٌ: ھەر نەرسىنىڭ چوققىسى؛ بىر تۇتام چاچ.

شَعْفَةٌ ج شِعَافٌ: سىم-سىم يامغۇر، ئۆتكۈنچى يامغۇر؛ بىر تامچە يامغۇر.

شَعَلَ يَشْعَلُ شَعْلًا النَّارَ: ئوت ياقتى، ئوت تۇتاشتۇردى.

شَعَلَ النَّارَ فِيهِ: ئوت قويدى.

شَعَلَ كِبْرِيتَةً: سەرەڭگە ياقتى.

شُعْلَةٌ ج شُعَلٌ: ئوت يالقۇنى، تۇتۇرۇق.

شُعْلَةُ الْمُوقِدِ: گاز ئوچاقنىڭ ئوت تۇتاشتۇرۇش كونۇپكىسى.

كَأَنَّهُ شُعْلَةٌ ذَكَاءً: ناھايىتى زېرەك، بەك ئەقىللىق.

كَأَنَّهُ شُعْلَةٌ نَشَاطًا: ناھايىتى پائالىيەتچان، تولىمۇ چاققان.

شَعِيلَةٌ ج شَعَائِلُ: گۈلخان.

شَعَمَ يَشْعَمُ شَعْمًا الرَّجُلُ: ئەپلەشتۈرۈپ قويدى، تۈزەپ قويدى.

شَعِنَ يَشْعَنُ شَعَنًا شَعْرُهُ: چېچى چۇۋۇلۇپ كەتتى.

شَعَنٌ ج أَشْعَانٌ: غازاڭ.

شَعْنُونٌ: شاللاق، بەڭۋاش.

شَعْنِينَةٌ ج شَعَانِينُ: پالما دەرىخى شېخى.

شَعْوَاءُ: كېڭىيىدىغان، تارقىلىدىغان.

حَمْلَةٌ شَعْوَاءُ: دەھشەتلىك ھۇجۇم.

«حَرْبٌ شَعْوَاءُ»: دەھشەتلىك ئۇرۇش.

شُعُوبٌ: ئۆلۈم، ھالاكەت.

شَعْوَةٌ ج شُعًى: ئۆرۈمە چاچ.

شَعْوَذَ يُشَعْوِذُ شَعْوَذَةً: سېھىرگەرلىك قىلدى، جادۇگەرلىك قىلدى؛ ئالدامچىلىق قىلدى، ھىيلىگەرلىك قىلدى.

شَعْوَذَةٌ: جادۇگەرلىك، سېھىرگەرلىك.

شُعُورٌ: سېزىم، ھېس، سەزگۈ؛ كەيپىيات، ھېسسىيات، تەسىرات.

شُعُورٌ دَاخِلِيٌّ: ئاڭ، ئاڭلىق.

الشُّعُورُ الْوَطَنِيُّ: ۋەتەنپەرۋەرلىك.

دِقَّةُ الشُّعُورِ: سەزگۈرلۈك، سەگەكلىك، چاققانلىق، چەبدەسلىك.

عَدِيمُ الشُّعُورِ: ئاڭسىز، سۇس، بوشاڭ.

فَاقِدُ الشُّعُورِ: هوشسىز، سېزىمسىز يوقاتقان.
«عَبَّرَ عَنْ شُعُورِهِ»: ھېسسىياتىنى ئىپادىلىدى.
غَابَ عَنْ شُعُورِهِ: هوشىدىن كەتتى، خۇدىنى يوقاتتى.
«عِنْدِي شُعُورٌ بِأَنْ ...»: مەن شۇنداق ھېس قىلىمەنكى، ...
شُعُورِيٌّ: ئاڭلىق.
لَاشُعُورِي: ئاڭسىز.
شَعْوَطَ يُشَعْوِطُ شَعْوَطَةً: قاقلىدى، ئىسسىتتى، كۆيدۈردى، كاۋاپ قىلدى.
شَعِيَ يَشْعَى شَعًا: چېچىلىپ كەتتى.
شَعِيَ الشَّعْرُ: چاچ چۇۋۇلۇپ كەتتى.
شَعِيَتِ الْغَارَةُ: پۈتۈن سەپ بويىچە ھۇجۇم قىلدى.
شَعِيبٌ ج شُعُبٌ: كونا تۇلۇم.
شَعِيرٌ: ئارپا.
شَعِيرٌ مُنَبَّتٌ: ئارپا ئۈندۈرمىسى.
شَعِيرُ الْهِضَابِ: يالىڭاچ ئارپا.
شَعِيرَةٌ ج شَعِيرَاتٌ: ئارپا دېنى.
شَعِيرَةٌ ج شَعَائِرُ: دىنىي قائىدە-يوسۇن، دىنىي مۇراسىم، دىنىي ئەھكام.
شَعَائِرُ الْحَجِّ: ھەج ئەھكاملىرى.
﴿وَمَنْ يُعَظِّمْ شَعَائِرَ اللهِ فَإِنَّهَا مِنْ تَقْوَى الْقُلُوبِ﴾ ‹قۇرئان›: كىمكى دىنىي ئىشلارنى ئۇلۇغلايدىكەن، بۇ دىللارنىڭ تەقۋادارلىقىدىندۇر.
﴿إِنَّ الصَّفَا وَالْمَرْوَةَ مِنْ شَعَائِرِ اللهِ﴾ ‹قۇرئان›: سەفا بىلەن مەرۋە ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ (دىنىنىڭ) ئالامەتلىرىدىندۇر.
إِقَامَةُ الشَّعَائِرِ: دىنىي ئەھكاملارنى ئورۇندىماق.
شُعَيْلَةٌ: گۈلخان.
شُعَيْرَةٌ: قىلچە، ئىنچىكە تۈك، ئۇششاق موي؛ لامپۇچكىنىڭ ۋولفرام قىلى؛ تۈك نەيچىسى.

شُعَيْرَةٌ دَمَوِيَّةٌ: قىل قان تومۇر.
شَغَا يَشْغُو شُغُوًّا: چىشى ئۆزۈن بولدى.
الشَّغَا: ئىنساننىڭ چىشىنىڭ قالايمىقان بولۇشى؛ سۆيدۈك تۇتالماسلىق كېسىلى.
شِغَارٌ: سۈرگۈن قىلماق؛ مەھرىسىز تېگىشىپ توي قىلماق.
«لَا شِغَارَ فِي الْإِسْلَامِ» ‹حديث›: ئىسلامدا مەھرىسىز قايچا قۇدا بولۇش يوق.
شَغَارٌ: بوش ۋاقىت.
بِئْرٌ شَغَارٌ: سۈيى چىق قۇدۇق.
الشَّغَافُ: مۇھەببەت سەۋداسى؛ يۈرەك قېپى.
شَغَافٌ ج شُغُفٌ وَ أَشْغِفَةٌ: يۈرەك قېپى.
لَمَسَ شَغَافَ الْأَفْئِدَةِ: تەسىرلەندۈردى، ھاياجانلاندۇردى.
«مَسَّتْ هَذِهِ الْحَادِثَةُ شَغَافَ الْقُلُوبِ»: بۇ ۋەقە دىللارنى ھاياجانغا سالدى.
شَغَبَ يَشْغَبُ شَغْبًا وَ شَغِبَ يَشْغَبُ شَغَبًا الْقَوْمَ: كۈشكۈرتتى، ئارىغا بۆلگۈنچىلىك سالدى.
شَغَبٌ: قالايمىقانچىلىق، پاراكەندىچىلىك، جېدەل-ماجىرا، توپىلاڭ.
شَغِبٌ: چىلبۆرە.
شَغَرَ يَشْغُرُ شُغُورًا النَّاسُ: تارقالدى، ئايرىلدى، چېچىلىپ كەتتى.
شَغَرَتِ الْأَرْضُ: يەر تاشلىنىپ قالدى.
«شَغَرَ الْمَنْصِبُ»: ئورۇن بوش قالدى.
تَفَرَّقُوا شِغَرَ بِغَرَ: ئۇلار تەرەپ-تەرەپكە پىتىراپ كەتتى.
شَغْرَابِيَّةٌ: جېدەل، چۇشەك.
شَغَزَ يَشْغَزُ شَغْزًا عَلَيْهِمْ: ئۇلارغا چېقىلدى، ئۇلارغا چوكچىلىق قىلدى.
شَغَزَ بَيْنَهُمْ: ئارىنى بۇزدى.
شَغْزَبَ يُشَغْزِبُ شَغْزَبَةً: چۇشەپ قويدى.

شَغْزَبِيَّةٌ: چىدىر، چۈشەك.

شَغَّابٌ: ئىغۋاگەر، چاتاقچى، جېدەلخور.

شَغَّالٌ ج شَغَّالَةٌ وَ شَغَّالُونَ: ئىشچى، ئەمگەكچى، مېھنەتكەش؛ ئالدىراش، تىرىشچان.

النَّحْلُ الشَّغَّالُ: ئىشچان ئاتا ھەرە.

شَغَّالَةٌ: ئىشچى ئايال.

شَغَّلَ يُشَغِّلُ تَشْغِيلًا: ئىشقا قويدى.

شَغَّلَ الْبَالَ: ئەنسىرەتتى، ئەنسىرەتتى، ئەنسىرەتتى، ئەنسىرەتتى، ئەندىشىلەندۈردى.

شَغَّلَ الْمَالَ: مەبلەغ سالدى.

شَغَّلَ الْخَشَبَ: ياغاچنى پىششىقلاپ ئىشلىدى، تەييارلىدى.

شَغَّلَ الْأُسْتَاذُ طُلَّابَهُ: ئۇستاز ئوقۇغۇچىلىرىغا نۇرغۇن ۋەزىپە تاپشۇردى.

شَغَّلَ الآلَةَ: ماشىننى ھەرىكەتلەندۈردى.

شَغِّيلٌ ج شَغِّيلَةٌ: ئىشچى، ئەمگەكچى، مېھنەتكەش.

شَغِفَ يَشْغَفُ شَغَفًا وَ شُغِفَ بِهِ: قاتتىق كۆيۈپ قالدى، قاتتىق مۇھەببەت باغلىدى، شەيدا بولدى، ئاشىقى بىقارار بولدى.

شَغَفَ يَشْغَفُ شَغْفًا: قىزغىن سۆيدى، قىزغىن مۇھەببەت باغلىدى، مەستانە بولدى.

﴿إِمْرَأَةُ الْعَزِيزِ تُرَاوِدُ فَتَاهَا عَنْ نَفْسِهِ قَدْ شَغَفَهَا حُبًّا﴾ «قرآن»: ئەزىز (يەنى مىسىرنىڭ پادىشاسى)نىڭ خوتۇنى قۇلىغا كۆيۈپ قىلىپ، ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى تەلەپ قىلىپتۇ.

«شُغِفَ بِهِ حُبًّا»: ئۇنىڭغا كۆيۈپ قالدى، شەيدا بولدى.

شَغَفٌ. شَغْفٌ: قاتتىق كۆيۈپ قالماق، قاتتىق مۇھەببەت باغلىماق.

«أَقْبَلَ بِشَغَفٍ زَائِدٍ»: زور ئىشتىياق بىلەن يۈزلەندى.

شَغَلَ يَشْغَلُ شُغْلًا بِكَذَا: ئىشلەتتى، قوللاندى، مەشغۇل بولدى.

شَغَلَ الْبَالَ: ئەنسىرەتتى، ئەنسىرەتتى، ئەنسىرەتتى، ئەندىشىلەندۈردى.

﴿شَغَلَتْنَا أَمْوَالُنَا وَأَهْلُونَا فَاسْتَغْفِرْ لَنَا﴾ «قرآن»: بىز ماللىرىمىز، بالا-چاقىلىرىمىز بىلەن بولۇپ قېلىپ (سەن بىلەن چىقالمىدۇق)، بىز ئۈچۈن مەغپىرەت تەلەپ قىلغىن.

«شَغَلَتْنِي عَنْكَ الشَّوَاغِلُ»: ئىشلار مېنى بەند قىلىۋېلىپ، ساڭا قارىيالمىدىم.

«شَغَلَ الْمُسْتَأْجِرُ الدَّارَ»: ئۆيدە ئىجارىگە ئالغۇچى ئولتۇردى.

شَغَلَ الْوَظِيفَةَ: ئىش تاپتى، ئىشقا ئورۇنلاشتى.

شَغَلَ نَفْسَهُ بِكَذَا: پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن بېرىلدى.

«لَقَدْ شَغَلَتْ بَالِي بِتَأَخُّرِكَ عَنِ الْحُضُورِ»: كېچىكىپ كېلىپ مېنى پاراكەندە قىلدىڭ.

شَغَلَ أَوْقَاتَ فَرَاغِهِ: بوش ۋاقتىنى بىكار ئۆتكۈزمىدى.

شُغْلٌ ج أَشْغَالٌ وَ شُغُولٌ: كەسىپ، ھۈنەر، خىزمەت، ئىش، مەشغۇلات، ئەمگەك.

شُغْلٌ شَاقٌّ: جىسمانىي ئەمگەك.

شُغْلُ يَدٍ: قول ھۈنەرۋەنچىلىكى.

الْزَمْ شُغْلَكَ: ئىشىڭنى قىل.

«كَانَ فِي شُغْلٍ شَاغِلٍ عَنْ أَصْدِقَائِهِ»: ئىش بىلەن بولۇپ كېتىپ دوستلىرىغا قارىيالمىدى.

﴿إِنَّ أَصْحَابَ الْجَنَّةِ الْيَوْمَ فِي شُغُلٍ فَاكِهُونَ﴾ «قرآن»: شۈبھىسىزكى، ئۇ كۈندە جەننەت ئەھلىلىرى نېمەت ئىچىدىدۇر.

وِزَارَةُ الشُّغْلِ: ئەمگەك مىنىستىرلىقى.

شَغْلَةٌ ج شَغْلٌ: خامان.

شُغْمُومٌ: ئامراق، ھېرىس؛ ئاچ كۆز، تويماس.

شُغُومٌ: قامەتلىك، ئېگىز.

شُغْنُبٌ: يۇمران شاخ، نوتا.

شُغْنَةٌ ج شُغَنٌ: ھۆل شاخ.

شَعُوبٌ: ئىغۋاگەر، چاتاقچى، جېدەلخور.

شُعُورٌ: بوش ئورۇن، بوش سان.

شُعُوفٌ: قىزغىن سۆيمەك، قىزغىن مۇھەببەت.

شُعُوفٌ بِالْحُرِّيَّةِ: ئەركىنلىككە مەستانە بولماق.

«كُنْتُ شَغُوفًا بِالْمُطَالَعَةِ وَأَنَا فِي مِثْلِ سِنِّكُمْ»: مەن سىلەرنىڭ يېشىڭلاردىكى ۋاقتىمدا كىتاب ئوقۇشقا بېرىلىپ كەتكەنىدىم.

شَفَى يَشْفِي شِفْيًا: تولدۇردى، قاچىلىدى، قايلىدى.

شَفًا ج أَشْفَاءٌ: چەت، قىرغاق؛ چېگرا.

﴿وَكُنْتُمْ عَلَى شَفَا حُفْرَةٍ مِنَ النَّارِ فَأَنْقَذَكُمْ مِنْهَا﴾ ‹قرآن›: سىلەر دوزاخ چوقۇرىنىڭ گىرۋىكىدە ئىدىڭلار، ئاللاھ سىلەرنى (ئىسلام ئارقىلىق) ئۇنىڭدىن قۇتقۇزدى.

شِفَاءٌ: ساقايماق، سالامەتلىكى ئەسلىگە كەلمەك؛ داۋالانماق.

مَرَضٌ قَابِلٌ لِلشِّفَاءِ: داۋالىغىلى بولىدىغان ئاغرىق.

شِفَاءٌ ج أَشْفِيَةٌ: دورا، شىپالىق.

﴿يَخْرُجُ مِنْ بُطُونِهَا شَرَابٌ مُخْتَلِفٌ أَلْوَانُهُ فِيهِ شِفَاءٌ لِلنَّاسِ﴾ ‹قرآن›: ئۇنىڭ (يەنى، ھەسەل ھەرىسىنىڭ) قارنىدىن ئىنسانلارغا شىپا بولىدىغان خىلمۇخىل رەڭلىك ئىچىملىك (يەنى، ھەسەل) چىقىدۇ.

شِفَائِيٌّ: داۋالاشقا ئائىت، داۋالاشقا مۇناسىۋەتلىك.

شَفَاعَةٌ: شاپائەت، شاپائەت قىلماق، ئارا تۇرماق.

شَفَاعَةُ الْأَنْبِيَاءِ: پەيغەمبەرلەرنىڭ شاپائىتى.

﴿وَلاَ يُقْبَلُ مِنْهَا عَدْلٌ وَلاَ تَنْفَعُهَا شَفَاعَةٌ﴾ ‹قرآن›: قىيامەت كۈنى ھېچ كىشىنىڭ فىدىيسى قوبۇل قىلىنمايدىغان، ھېچ كىشىنىڭ شاپائىتى پايدا قىلمايدىغان كۈندۇر.

شَفَاعِيٌّ: شاپائەتلىك، مۇرەسسەچىلىك، ۋاستىچىلىك.

شُفَافَةٌ: تۇرغۇن سۇ، توختام سۇ، قالدۇق سۇ.

شَفَافِيَّةٌ: سۈزۈكلۈك.

شِفَاهًا: ئاغزاكى سۆھبەت، ئاغزاكى پاراڭ.

شِفَاهِيٌّ: ئاغزاكى سۆھبەت، سۆزلىشىش.

شِفْتٌ ج شُفُوتٌ: چۈپىتەك، موچىن، قىسقۇچ، ئامبۇر.

شَفَةٌ ج شِفَاهٌ وَ شَفَوَاتٌ وَ شَفَائِفُ: لەۋ، كالپۇك؛ قىرغاق، گىرۋەك.

بِنْتُ شَفَةٍ: سۆز.

لَمْ يَنْبِسْ بِبِنْتِ شَفَةٍ: لام-جىم دېمىدى، ئېغىز ئاچمىدى.

﴿أَلَمْ نَجْعَلْ لَهُ عَيْنَيْنِ وَلِسَانًا وَشَفَتَيْنِ﴾ ‹قرآن›: ئىنسان ئۈچۈن ئىككى كۆز، بىر تىل، ئىككى كالپۇك ياراتمىدۇقمۇ؟

مَاءُ الشَّفَةِ: ئىچىدىغان سۇ.

خَفِيفُ الشَّفَةِ: قاتتىق، چىڭ، قەيسەر، قەتئىي.

«شَفَةُ الدَّلْوِ»: تۇڭنىڭ گىرۋىكى.

إِسْمُهُ عَلَى كُلِّ شَفَةٍ: مەشھۇر ئادەم.

لَهُ فِي النَّاسِ شَفَةٌ حَسَنَةٌ: ئۇ كىشىلەر ئارىسىدا ياخشى نامغا ئىگە.

شَفَةُ الْجَبَلِ: تاغ گىرۋىكى، يامزىلى.

«مَا الْتَقَتِ الشَّفَتَانِ عَلَى كَلاَمٍ أَحْسَنَ مِنْ كَلاَمِكَ»: ھېچ ئادەم سەندەك چىرايلىق سۆزلىيەلمەيدۇ.

شَفْتَرَ يُشَفْتِرُ شَفْتَرَةً: ئاغزىنى دومسايتتى.

شَفْتُورَةٌ ج شَفَاتِيرُ: ئاستىن كالپۇك.

شَفِرَ يَشْفَرُ شَفَارَةً: كىمىيىپ كەتتى، ئازلاپ كەتتى.

شَفَرَ يَشْفِرُ شَفْرًا: كايىدى، قاتتىق سۆكتى، تىللىدى، ئاھانەت قىلدى.

شَفْرٌ ج أَشْفَارٌ: قاپاق، كۆزنىڭ قاپىقى، بوي، چەت، ياقا، گىرۋەك؛ جىنسىي لەۋ.

شَفْرُ الْمَكَانِ الْمُرْتَفِعِ: يار، تىك يار.

شَفْرَةُ الْحِلاَقَةِ: ئۇستىرا، بىرتىتۋا.

شَفْرَةُ الْمِحْرَاثِ: سوقا بېشى.

شَفْرَةٌ ج شَفَرَاتٌ وَ شِفَارٌ وَ شَفْرٌ: بىس، تىغ؛ قىرلاق؛ بۇرەندە؛ بىرتىشۋا.

سَيْفٌ كَلِيلُ الشَّفْرَةِ: گال قىلىچ.

شِفْرَةٌ: مەخپىي رەقەم، شىفىر.

«شِفْرَةُ الْإِتِّصَالَاتِ اللَّاسِلْكِيَّةِ بَيْنَ الْجُنُودِ»: قوشۇن ئارىسىدا سىمسىز ئالاقىلىشىش شىفىرى، مەخپىي نومۇرى.

شَفَزَ يَشْفِزُ شَفْزًا فُلَانًا: تەپتى.

شَفْشَافٌ: مۆلدۈر يامغۇر.

«ثَوْبٌ شَفْشَافٌ»: نېپىز رەخت، نېپىز كىيىم.

شَفْشَفَ يُشَفْشِفُ شَفْشَفَةً: چاچتى، سىقتى.

شَفْشَفَ الْحَرُّ الشَّيْءَ: ئىسسىق نەرسىنى قۇرۇتۇۋەتتى.

شَفْشَفَ الصَّقِيعُ النَّبَاتَ: ئوت-چۆپكە قىرو چۈشتى.

شَفْشَفَ عَلَيْهِ: كۆيۈندى.

شَفْشَفَ الرَّجُلُ: تىترىدى.

شَفْشَفٌ: بوتۇلكا.

شَفْشَفَةٌ: گۇمان، كۈنلەش.

شَفَطَ يَشْفِطُ شَفْطًا: ئەمدى، شورىدى، سۈمۈردى.

شَفَطَ الْمَاءَ: سۇ ئىچتى.

شَفَعَ يَشْفَعُ شَفَاعَةً: ۋاستىچىلىك قىلدى، ئارا تۇردى، شاپائەت قىلدى.

﴿وَمَنْ يَّشْفَعْ شَفَاعَةً سَيِّئَةً يَكُنْ لَهُ كِفْلٌ مِنْهَا﴾ ‹قرآن›: كىمكى بىر يامان (ئىش ئۈچۈن) شاپائەت قىلسا، ئۇنىڭدىن (يەنى يامان ئىشتىن) ئۇنىڭ نىسىۋىسى بولىدۇ.

شَفَعَ لَهُ إِلَى فُلَانٍ: پالانىنىڭ گۇناھىنى تىلىۋالدى.

شَفَعَ يَشْفَعُ شَفْعًا الشَّيْءَ: نەرسىنى جۈپلىدى.

«كَانَ وَاحِدًا فَشَفَعْتُهُ بِآخَرَ»: بىر ئىدى، يەنە بىرگە جۈپلەپ قويدۇم.

شَفَعَ يَشْفَعُ شُفْعَةً فِي الدَّارِ: شىپەت تەلەپ قىلدى.

شَفَعٌ: قوش كۆرۈنۈش.

شَفْعٌ ج أَشْفَاعٌ وَ شِفَاعٌ: جۈپ، بىر جۈپ سان.

﴿وَالشَّفْعِ وَالْوَتْرِ﴾ ‹قرآن›: ... قۇربانلىق كۈنى بىلەن، ھارپا كۈنى بىلەن قەسەمكى...

شُفْعَةٌ: شىپەت، شىپەتلىك.

شَفْعِيٌّ: جۈپ.

عَدَدٌ شَفْعِيٌّ: جۈپ سان.

شَفَّ يَشِفُّ شُفُوفًا الشَّيْءُ: سۈزۈلدى، تىندى.

شَفَّ عَنْهُ الثَّوْبُ: كىيىم نېپىزلاپ كۆرۈنۈپ قالدى.

شَفَّ الْجِسْمُ: ياداپ كەتتى، ئورۇقلاپ كەتتى.

شَفَّهُ الْهَمُّ: غەم-قايغۇ ئۇنى يادىتىۋەتتى.

شَفَّ الزُّجَاجُ: ئەينەك سۈزۈك بولدى.

شَفٌّ ج شُفُوفٌ: داكا قاتارلىق رەختلەر.

شِفٌّ: نېپىز، سۈزۈك.

ثَوْبٌ شِفٌّ: نېپىز رەخت، داكا.

شَفَفٌ: سۈزۈكلۈك.

شَفَّاطَةٌ ج شَفَّاطَاتٌ: سۈمۈرگۈچ، نەيچە.

شَفَّاطَةُ الْمِدْخَنَةِ: ھاۋا يەتكۈزۈش ماشىنىسى، شامالدۇرغۇچ.

شَفَّاطَةُ الْغُبَارِ: چاڭ-توزان سۈمۈرگۈچ.

شَفَّافٌ: سۈزۈك؛ نېپىز.

شِبْهُ شَفَّافٍ: يېرىم سۈزۈك.

وَرَقٌ شَفَّافٌ: يۇپقا قەغەز.

شِفَّةٌ: لەۋ، كالپۇك؛ گىرۋەك، قىرغاق.

شَفَّرَ يُشَفِّرُ تَشْفِيرًا: مال ئازلاپ كەتتى، تۈگىدى.

شَفَّرَ الشَّيْءَ: توپ يىلتىزىدىن قۇرۇتۇۋەتتى.

شَفَّرَ عَلَى الْأَمْرِ: ئىشقا كىرىشتى.

شَفَّرَتِ الشَّمْسُ: كۈن غەربكە قايرىلدى.

شَفَّطَ يُشَفِّطُ تَشْفِيطًا: ئەمدى، سۈمۈردى، شورىدى.

شَفَّعَ يُشَفِّعُ تَشْفِيعًا: ۋاستىچىلىك قىلدى، شاپائەت تىلىدى.

شَفَّعَ فُلَانًا عِنْدَ فُلَانٍ: پالانىغا پالانىنىڭ ئالدىدا

ۋاستىچىلىك قىلدى.

شَقَّفَ يُشَقِّفُ تَشْقِيفًا: يادىتىۋەتتى، ئۇرۇقلىتىۋەتتى.

شَقَّفَهُ الْمَرَضُ: ئاغرىق ئۇنى يادىتىۋەتتى.

شَقَّقَ يُشَقِّقُ تَشْقِيقًا ـهُ: ئىچ ئاغرىتتى؛ ناچارلىنى ئېلىپ كەلدى.

شَقَّقَ الشَّيْءَ: كېمەيتتى، ئازلاتتى.

شَقَّقَ الثَّوْبَ: رەختنى ناچار توقۇدى.

شَقَّى يُشَقِّي تَشْقِيَةً: ئاجراتتى.

شَقَّى الْجَزَّارُ اللَّحْمَ: قاسساپ گۆشنى سۆڭەكتىن ئايرىدى، قاسساپ گۆشنى شۇلدى.

شَفِقَ يَشْفَقُ شَفَقًا وَ شَفَقَةً عَلَيْهِ: خەيرخاھلىق قىلدى، شەپقەت قىلدى، مېھرىبانلىق قىلدى، كۆيۈندى، كۆڭۈل بۆلدى.

شَفِقَ مِنْهُ: ئۇنىڭدىن قورقتى، ھەزەر ئەيلىدى.

شَفَقٌ ج أَشْفَاقٌ: شەپەق، شەپەق نۇرى.

اَلشَّفَقُ الْجَنُوبِيّ: جەنۇبىي قۇتۇپ.

﴿فَلا أُقْسِمُ بِالشَّفَقِ﴾: ‹قرآن› شەپەق (يەنى، كۈن پاتقاندىن كېيىنكى ئۇپۇقتىكى قىزىللىق) بىلەن قەسەم قىلىمەن.

اَلشَّفَقُ الشِّمَالِيّ: شىمالىي قۇتۇپ نۇرى.

اَلشَّفَقُ الْقُطْبِيّ: قۇتۇپ نۇرى.

شَفَقَةٌ: شەپقەت، ئىچ ئاغرىتماق، ھېسداشلىق قىلماق.

عَدِيمُ الشَّفَقَةِ: رەھىمسىز، شەپقەتسىز، تاش يۈرەك.

«أَنْتَ تَسْتَحِقُّ الشَّفَقَةَ لِمَا حَلَّ بِكَ مِنْ مَكْرُوهٍ»: خاپىلىق تارتقانلىقىڭ ئۈچۈن سەن ھېسداشلىق قىلىنىشقا تېگىشلىك.

شَفَنَ يَشْفِنُ وَ شَفِنَ يَشْفَنُ شُفُونًا الرَّجُلَ: كىشىگە كۆزنىڭ قۇيرۇقىدا قارىدى.

شَفِنٌ: كۈتمەك، ئىنتىزار بولماق؛ مىراسنى

باشقۇرغۇچى ئادەم؛ ئەقىللىق، زىرەك.

شَفِينٌ ج شَفَانِينُ: سىكاتى بېلىقى.

شَفَهَ يَشْفَهُ شَفْهًا الشَّيْءَ: نەرسە كالپۇكىغا تېگىپ كەتتى.

شَفَهِيٌّ: ئېغىزچە، ئاغزاكى.

إِمْتِحَانٌ شَفَوِيٌّ: ئېغىزچە ئىمتىھان.

شَفَهِيًّا: ئېغىزچە، ئاغزاكى، ئېغىزدا.

«قَدَّمَ مُذَكِّرَةً شَفَهِيَّةً»: ئاغزاكى دوكلات قىلدى.

شُفُوفٌ: سۈزۈكلۈك.

شَفُوقٌ ج شُفُوقُونَ: رەھىمدىل، مېھرىبان، شەپقەتچى.

شَفُونٌ: كۆز قىرىدا قارىغۇچى.

شَفَوِيٌّ: ئېغىزچە، ئاغزاكى.

إِمْتِحَانٌ شَفَوِيٌّ: ئېغىزچە ئىمتىھان.

صَوْتٌ شَفَوِيٌّ: ئىككى لەۋ ئارىسىدىن چىقىدىغان تاۋۇش.

حُرُوفٌ شَفَوِيَّةٌ: لەۋ تاۋۇشلىرى (ف، ب، م).

شَفَى يَشْفِي شِفَاءً: داۋالىدى، ساقايتتى.

شَفَى غُلَّتَهُ: ئۇنى مۇرادىغا يەتكۈزدى.

﴿وَإِذَا مَرِضْتُ فَهُوَ يَشْفِينِ﴾ ‹قرآن›: ئاغرىپ قالسام، ئۇ مېنى ساقايتىدۇ.

شَفَاهُ اللهُ فُلانًا مِنْ مَرَضٍ: ئاللاھ پالانىغا شىپالىق بەردى.

شَفِيَ يَشْفَى شَفًى الْهِلالُ: ئاي ئولتۇردى.

شُفِيَ الْمَرِيضُ: كېسەل ساقايدى.

شَفِيرٌ ج أَشْفَارٌ: قىرغاق، گىرۋەك، يان.

شَفِيرُ الْجَفْنِ: قاپاق (كۆزنىڭ قاپىقى).

«حَتَّى وَقَفُوا عَلَى شَفِيرِ جَهَنَّمَ» ‹حديث›: ھەتتا ئۇلار دوزاخنىڭ گىرۋىكىدە توختىدى.

شَفِيعٌ ج شُفَعَاءُ: شاپائەت، شاپائەت ئىگىسى، شاپائەت قىلغۇچى، ئارا تۇرغۇچى.

﴿مَا لِلظَّالِمِينَ مِنْ حَمِيمٍ وَلا شَفِيعٍ يُطَاعُ﴾ ‹قرآن›:

زالىملارغا يېقىن دوست ۋە شاپائىتى قوبۇل قىلىنىدىغان شاپائەتچى بولمايدۇ.

«اِقْرَؤُوا الْقُرْآنَ فَإِنَّهُ يَأْتِي يَوْمَ الْقِيَامَةِ شَفِيعًا» ‹حديث›: قۇرئان ئوقۇڭلار، قۇرئان قىيامەت كۈنى قۇرئان ئوقۇغانلارغا شاپائەت قىلىش ئۈچۈن هازىر بولىدۇ.

«اَللّٰهُمَّ اجْعَلْهُ لَنَا شَفِيعًا مُشَفَّعًا»: ئى ئاللاھ، بىزگە ئۇنى شاپائەتچى ۋە شاپائىتى قوبۇل قىلىنىدىغان قىلىپ بەرگىن.

شَفِيفٌ ج شِفَافٌ: يېرىم سۈزۈك؛ نېپىز.

ثَوْبٌ شَفِيفٌ: نېپىز رەخت.

شَفِيقٌ ج شُفَقَاءُ: رەھىمدىل، مېھرىبان، شەپقەتچى.

شَقَا يَشْقُو شَقْوًا: بەختسىزلىككە دۇچار قىلدى.

شَقَاءٌ: بەختسىزلىك، پېشكەللىك.

شُقَافَةٌ: پارچە، ئۇۋاق، كۈكۈم-تالقان.

شِقَاقٌ: ئىختىلاپ، بۆلۈنۈش، ئىناقسىزلىق؛ ده-تالاش.

أَلْقَى الشِّقَاقَ بَيْنَهُمْ: ئارىغا بۆلگۈنچىلىك سالدى.

﴿وَإِنَّ الَّذِينَ اخْتَلَفُوا فِي الْكِتَابِ لَفِي شِقَاقٍ بَعِيدٍ﴾ ‹قرآن›: كىتاب توغرىسىدا ئىختىلاپ قىلغۇچىلار چوڭقۇر نىزادىدۇر.

بَثَّ الشِّقَاقَ: جېدەل تېرىدى.

شَقَاوَةٌ: بەختسىزلىك، پېشكەللىك.

شَقَحَ يَشْقَحُ شَقْحًا الشَّيْءَ: يىراقلاشتۇردى.

شَقَحَ الْجَوْزَةَ: ياڭاق چاقتى.

شَقُحَ يَشْقُحُ شَقَاحَةً: سەتلىشىپ كەتتى.

شَقِحَ يَشْقَحُ شَقَحًا وَ شُقْحَةً: يۈزى ئاقىرىپ كەتتى.

شَقْحَةٌ ج شِقَاحٌ: قىزارغان خورما.

شَقْدَقٌ ج شَقَادِقُ: تەخترىۋان.

شَقْدَقُ الْجِمَالِ: كاجىۋا.

شَقِرَ يَشْقَرُ وَ شَقُرَ يَشْقُرُ شَقَرًا وَشُقْرَةً: قوڭۇر تەنلىك بولدى.

شَقْرٌ ج شُقُورٌ: سىر، مەخپىيەت.

شَقَرٌ: يالغانچىلىق، سەپسەتە؛ خوراز.

إِمْرَأَةٌ شَقْرَاءُ: بۇغداي ئۆڭلۈك ئايال.

شَقْرَاقٌ: قىزىل تۇمشۇق هۆپۈپ.

شَقْرَانٌ: قارا داغ كېسىلى.

شُقْرَةٌ: قىزىل، سېرىق ئارىلاش رەڭ، سۇس قىزىل، قوڭۇر.

شُقْرَةُ الشَّعْرِ: قوڭۇر چاچ.

شَقِرَّاقٌ: قىزىل تۇمشۇق هۆپۈپ.

شَقْرَقَ يُشَقْرِقُ شَقْرَقَةً: قاتتىق كۈلدى، قاقاقلاپ كۈلدى.

شَقْرَقَةٌ: خۇشاللىق، شادلىق.

شَقْشَقَ يُشَقْشِقُ شَقْشَقَةً: چىرىلدىدى، چۇرۇقلىدى؛ تەۋرەندى، لىڭشىدى، گۇگۇكلىدى، سايرىدى.

شَقْشَقَ النَّهَارُ: تاڭ سۈزۈلدى.

شَقْشَقَةُ لِسَانٍ: قۇرۇق گەپ، سەپسەتە.

شَقْشَقَةُ نَهَارٍ: تاڭ سەھەر، سۇبھى.

شِقْشِقَةٌ ج شَقَاشِقُ: تۆگىنىڭ بوغۇزى.

شِقْشِقَةٌ هَدَرَتْ ثُمَّ قَرَّتْ: ئاللاھ-تۇۋا قوزغىلىپ پەسەيدى.

شِقْصٌ ج أَشْقَاصٌ وَ شِقَاصٌ: ئۈلۈش، نېسىۋە؛ بىر پارچە.

شَقَعَ يَشْقَعُ شَقْعًا فِي الْإِنَاءِ: قاچىدا سۇمۇرۇپ ئىچتى.

شَقَعَ الْحَطَبَ: ئوتۇننى دۆۋىلىدى.

شَقَفٌ. شَقَفَةٌ: ساپال قاچىنىڭ سۇنۇقى، ساپال بۇيۇملار.

شَقَّ يَشُقُّ شَقًّا الشَّيْءَ: ياردى، پارچىلىدى.

شَقَّ ثَوْبَهُ: كىيىمنى يىرتىۋەتتى.

شَقَّ الْأَرْضَ: يەر ھەيدىدى.

شَقَّ الطَّرِيْقَ: يول ئاچتى؛ يول باشلىدى.

شَقَّ عَصَا الطَّاعَةِ: تـوپىلاڭ كۆتـۈردى، ئـىسيان كۆتۈردى، قارشىلىق كۆرسەتتى.

شَقَّ عَصَا الْقَوْمِ: تالاش-تارتىش قىلدى، جېدەل-ماجىرا تۇغدۇردى.

شَقَّ التُّرْعَةَ: قانال قازدى، ئۆستەڭ چاپتى.

شَقَّ السُّكُونَ: جىمجىتلىقنى بۇزدى.

شَقَّ الْحَنَاجِرَ: ئاۋازنى چىنقىتۇردى.

شَقُّوا عَنَانَ السَّمَاءِ بِهُتَافِهِمْ: ئۇلارنىڭ ئالقىش ساداسى يەر-جاھاننى زىلزىلىگە كەلتۈردى.

لَا يُشَقُّ لَهُ غُبَارٌ: ئۇنىڭدىن ئۆتۈپ كەتكىلى بولمايدۇ، ئۇ ھەممىدىن ئۈستۈن.

شَقَّ النَّابُ: چىش چىقتى.

شَقَّ الْجَمَاعَةَ: جامائەتنى بۆلۈۋەتتى.

شَقَّ طَرِيْقَهُ بَيْنَ الْجَمَاهِيْرِ: ئاۋام ئارىسىدا يول ئاچتى.

شَقَّ طَرِيْقًا فِي الْجَبَلِ: تاغ ئارىسىدا يول ئاچتى.

شَقَّ يَشُقُّ شَقًّا وَ مَشَقَّةً الْأَمْرُ: ئىش قىيىن بولدى، تەس كەلدى.

شَقَّ عَلَيْهِ الْأَمْرُ: قىيىنچىلىق ھېس قىلدى، قىيىن تۇيۇلدى.

﴿وَمَا أُرِيْدُ أَنْ أَشُقَّ عَلَيْكَ﴾ «قرآن»: سېنى مۇشەققەتكە سېلىپ قويۇشنى خالىمايمەن.

شَقَّ الصَّوْمُ عَلَى فُلَانٍ: روزا پالانىغا ئېغىر كەلدى.

شَقَّ يَشُقُّ شُقُوقًا الزَّرْعُ: زىرائەت بىخ سۈردى، ئۈندى.

شَقَّ السِّنُّ: چىش چىقتى.

شَقَّ النَّهَارُ: تاڭ يورۇدى.

﴿ثُمَّ شَقَقْنَا الْأَرْضَ شَقًّا﴾ «قرآن»: ئاندىن زېمىننى (ئۈنىڭدىن ئۆسۈملۈكلەرنى چىقىرىش بىلەن) ياردۇق.

شَقٌّ: يارماق، ئاجراتماق؛ يېرىم، يېرىمى، تېگى.

شَقٌّ ج شُقُوقٌ: تۆشۈك، يېرىق، يوچۇق، دەز.

فِيْ رِجْلِهِ شُقُوقٌ: ئۇنىڭ پۇتى يېرىق.

عَالَجَ هَذَا الشَّقَّ فِي الْحَائِطِ بِبَعْضِ الْأَسْمِنْتِ: تامدىكى يوچۇقنى سېمونت بىلەن ئەتتى.

شِقٌّ: يېرىم، بىر قىسىم، نىسپىي، جىنسىي پەرق، جىنسىي؛ تەرەپ.

بِشِقِّ الْأَنْفُسِ: ئىنتايىن مۇشكۇل.

﴿وَتَحْمِلُ أَثْقَالَكُمْ إِلَى بَلَدٍ لَمْ تَكُونُوا بَالِغِيهِ إِلَّا بِشِقِّ الْأَنْفُسِ﴾ «قرآن»: ئۇلار يۈك-تاقلىرىڭلارنى سىلەر جاپا-مۇشەققەت بىلەن ئاران يېتىپ بارالايدىغان جايلارغا كۆتۈرۈپ بارىدۇ.

«اِتَّقُوا النَّارَ وَلَوْ بِشِقِّ تَمْرَةٍ» «حديث»: يېرىم خورما چاغلىق نەرسە بىلەن بولسىمۇ سەدىقە قىلىپ، دوزاختىن ساقلىنىڭلار.

خُذْ شِقَّ هَذَا الطَّعَامِ: بۇ تاماقنىڭ يېرىمىنى سەن ئال.

أَنْتَ أَخِيْ وَ شَقِيْقِي وَشِقُّ نَفْسِي: سەن قېرىندىشىم، تۇغقىنىم، تېخى مېنىڭ ۋۇجۇدۇمنىڭ يېرىمى.

نَمْ عَلَى شِقِّكَ الْأَيْمَنِ: ئوڭ يېنىڭنى بېسىپ ئۇخلا.

وَقَعَ بَيْنَ شِقَّيْ رَحًى: ئىككى تاشنىڭ ئارىسىدا قالدى.

شُقَّةٌ / شِقَّةٌ ج شُقَقٌ: ئاۋارىچىلىك، قىيىنچىلىق، يولۇچىنىڭ كۆزلىگەن مەنزىلى، يىراقلىق؛ مۇساپە؛ يىراق سەپەر، نەرسىنىڭ يېرىمى.

﴿وَلَكِنْ بَعُدَتْ عَلَيْهِمُ الشُّقَّةُ﴾ «قرآن»: لېكىن، بۇ ئارىلىق ئۇلارغا يىراق بىلىندى.

شُقَّةٌ مِنَ الْأَرْضِ: بۆلەك، يەر بۆلىكى، ئۇچاستكا.

شُقَّةٌ مِنَ الْحَرَامِ: چەكلەنگەن رايون.

شِقَّةٌ ج شِقَقٌ: ئۆي، بىر يۈرۈش ئۆي.

شَقَّحَ يُشَقِّحُ تَشْقِيْحًا التَّمْرُ: خورما رەڭ تۇتتى.

شَقَّحَ النَّخْلُ: خورما دەرىخى ئۆسۈپ كەتتى.

شَقَّرَ يُشَقِّرُ تَشْقِيْرًا: زىيارەت قىلدى، يوقلىدى.

شَقَّصَ يُشَقِّصُ تَشْقِيْصًا الذَّبِيْحَةَ: بوغۇزلانغان مالنى پارچىلىدى.

شَقَّعَ يُشَقِّعُ تَشْقِيْعًا لَهُ: سۆكتى، تىللىدى.

شَقَّقَ يُشَقِّقُ تَشْقِيْقًا: ياردى، پارچىلىدى.

شَقَّقَ الْكَلَامَ: سۆزنى كېڭەيتىپ بەردى.

شَقَّقَ الْبَرْدُ رِجْلَيْهِ: سوغۇق ئۇنىڭ پۇتىنى يېرىۋەتتى.

شَقَلَ يَشْقُلُ شَقْلًا الدَّرَاهِمَ: دەرھەمنى جىڭلىدى، ئۆلچىدى.

شَقَنَ يَشْقَنُ شَقْنًا الْعَطِيَّةَ: سوۋغىنى كەم بەردى.

شَقُنَ يَشْقُنُ شُقُونَةً الْعَطَاءُ: سوۋغا كىچىك كەتتى.

شَقْنٌ مِنَ الْعَطَاءِ: ئازغىنە سوۋغا.

شَقْوَةٌ / شِقْوَةٌ: بەختسىزلىك، نەسلىك، پىشكەللىك.

﴿قَالُوا رَبَّنَا غَلَبَتْ عَلَيْنَا شِقْوَتُنَا وَكُنَّا قَوْمًا ضَالِّيْنَ﴾ ‹قرآن›: ئۇلار ئېيتىدۇ: «پەرۋەردىگارىمىز! بەتبەختلىكىمىز ئۈستىمىزدىن غالىب كېلىپ، گۇمراھ قەۋم بولۇپ قالغانىدۇق».

شَقُوْرٌ: غەم، قايغۇ.

شَقِيَ يَشْقَى شَقًا وَ شَقَاءً وَ شِقَاوَةً / شَقَاوَةً وَ شَقْوَةً / شِقْوَةً: بەختسىز بولدى، ھالى يامان بولدى، گۇمران بولدى.

﴿فَأَمَّا الَّذِيْنَ شَقُوا فَفِي النَّارِ لَهُمْ فِيْهَا زَفِيْرٌ وَشَهِيْقٌ﴾ ‹قرآن›: بەتبەختلەرگە كەلسەك، ئۇلار دوزاختا كىرىدۇ، ئۇلار دوزاختا (ئېشەك ھاڭرىغاندەك) تۈۋلاپ نالە-پەرياد چېكىدۇ.

شَقِيْصٌ: شېرىك، ھەمراھ، ھەمكارلاشقۇچى؛ تىل بىرىكتۈرگۈچى.

شَقِيْقٌ ج أَشِقَّاءُ: ئاكا-ئۇكا، بىر قېرىنداش؛ ئوخشىشى، يېرىمى.

أَخٌ شَقِيْقٌ: بىر تۇغقان ئاكا-ئۇكا.

شَقِيْقُ الشَّيْءِ: نەرسىنىڭ يېرىمى، تەڭگى.

رُبَّ حَالٍ أَفْصَحُ مِنْ مَقَالٍ: رُبَّ صَدِيْقٍ خَيْرٌ مِنْ شَقِيْقٍ: ئاڭلىغاندىن كۆرگەن ياخشى، بەزى دوست بەزى قېرىنداشتىن ياخشى.

الْقُطْرُ الشَّقِيْقُ: قېرىنداش ئەل.

شَقِيْقَةٌ: شەقىقە (باشنىڭ يېرىمى ئاغرىش).

شَقِيْقَةٌ ج شَقَائِقُ: ئاچا-سىڭىل.

أُخْتٌ شَقِيْقَةٌ: بىر تۇغقان ئاچا-سىڭىل.

اَلْبِلَادُ (اَلْأَقْطَارُ) الشَّقِيْقَةُ: قېرىنداش ئەللەر.

شَقَائِقُ النُّعْمَانِ: ئاقۋاشئۇت.

«اَلنِّسَاءُ شَقَائِقُ الرِّجَالِ»: ‹حديث› ئاياللار ئەرلەرنىڭ ئوخشاشلىرىدۇر.

شَقِيٌّ ج أَشْقِيَاءُ: بەختسىز، بىچارە؛ گۇناھكار، شەقىي، بەتبەخت.

﴿فَمِنْهُمْ شَقِيٌّ وَ سَعِيْدٌ﴾ ‹قرآن›: ئۇلارنىڭ بەزىلىرى بەتبەخت بولىدۇ، بەزىلىرى سائادەتمەن بولىدۇ.

«قَبَضَتِ الشُّرْطَةُ عَلَى جَمَاعَةٍ مِنَ الْأَشْقِيَاءِ»: ساقچى بىر تۈركۈم جىنايەتچىلەرنى قولغا ئالدى.

شَكَا يَشْكُو شَكْوَى وَ شَكَاةً وَ شَكَاوَةً وَ شِكَايَةً وَ شَكِيَّةً: دەرد تۆكتى، ھال ئېيتتى، شىكايەت قىلدى.

شَكَا الْأَمْرَ: ئىزھار قىلدى، بايان قىلدى.

شَكَا الْمَرِيْضُ: كېسەل دادلىدى.

شَكَا هَمَّهُ إِلَيْهِ: ئۇنىڭغا دەردىنى تۆكتى.

﴿إِنَّمَا أَشْكُو بَثِّي وَ حُزْنِي إِلَى اللهِ﴾ ‹قرآن›: مەن قايغۇ-ھەسرىتىمنى پەقەت ئاللاھغىلا ئېيتىمەن.

شَكَاةٌ: ئەيىب، نۇقسان، كېسەللىك.

«قَدِّمْ شَكَاةً إِلَى رَئِيْسِكَ بِمَا حَدَثَ لَكَ»: دەردىڭنى باشلىقىڭغا ئېيت.

شَكَارَةٌ ج شَكَائِرُ: قاپ، تاغار، چېپتا، خالتا.

شَكَارَةُ أَسْمِنْتٍ: سېمونت خالتىسى.

شِكَارَةٌ: زىخ؛ قاپ، تاغار، خالتا.

شِكَاسَةٌ: ئەخلاقسىزلىق، مىجەزى چۇسلۇق.

شَكَاكَةٌ: رايون.

شِكَالٌ ج شُكُلٌ: ئىشكەل، كىشەن.

شَكَاوَةٌ: دەرد، شىكايەت، ئەرز.

شِكَايَةٌ: دەرد، شىكايەت، ئەرز.

بَلَّغْتُهُ شِكَايَتِي: ئۇنىڭغا ئەرزىمنى يەتكۈزدۈم.

شَكَرَ يَشْكُرُ شُكْرًا وَ شُكُورًا وَ شُكْرَانًا لَهُ: رەھمەت ئېيتتى، تەشەككۈر بىلدۈردى؛ تەقدىرلىدى، مەدھىيىلىدى.

﴿وَمَنْ شَكَرَ فَإِنَّمَا يَشْكُرُ لِنَفْسِهِ وَمَنْ كَفَرَ فَإِنَّ رَبِّي غَنِيٌّ كَرِيمٌ﴾ «قۇرئان»: كىمكى شۈكۈر قىلىدىكەن، ئۇ ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچۈن شۈكۈر قىلىدۇ. كىمكى تۇزكورلۇق قىلىدىكەن، (بىلىش كېرەككى)، ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىم (ئۇنىڭ شۈكۈر قىلىشىدىن بىھاجەتتۇر). ئالالھنىڭ كەرىمى كەڭدۇر، دېدى.

﴿لَئِنْ شَكَرْتُمْ لَأَزِيدَنَّكُمْ﴾ «قۇرئان» نېمىتىمگە شۈكۈر قىلساڭلار، (ئۇنى) تېخىمۇ زىيادە قىلىمەن.

شَكَرَ اللهُ عَبْدَهُ: ئاللاھ بەندىسىدىن رازى بولدى.

شَكَرَ عَمَلَهُ: مۇكاپات بەردى.

شَكِرَتِ الدَّابَّةُ: ھايۋان ئازغىنە ئوتقا تويدى.

شَكِرَ يَشْكَرُ شَكَرًا الضَّرْعُ: يېلىن سۈتكە تولدى.

شَكِرَتِ الشَّجَرَةُ: دەرەخ نوتا چىقاردى.

شُكْرٌ ج شُكْرَانٌ: رەھمەت ئېيتماق، تەشەككۈر بىلدۈرمەك.

شُكْرًا لَكَ: رەھمەت سىزگە.

شَكْرٌ: جىنسىي ئەزا (ئاياللارنىڭ)؛ جىنسىي مۇناسىۋەت، جىما.

ضَرْعٌ شَكْرَانُ ج شَكَارَى: تولغان يېلىن.

عَيْنٌ شَكْرَى ج شَكَارَى: كۆز يېشى مۆلدۈرلەپ تۆرىدىغان كۆز.

شَكَزَ يَشْكُزُ شَكْزًا ـ هُ بِإِصْبَعِهِ: قولىنى سانجىدى، قولى بىلەن نوقۇدى.

شَكَزَهُ بِلِسَانِهِ: ئۇنىڭغا تىل تەگكۈزدى.

شَكَزَهُ بِالرُّمْحِ: ئۇنىڭغا نەيزە سانجىدى.

شَكِزٌ: بەتخۇي.

شَكُسَ يَشْكُسُ شَكَاسَةً وَ شَكِسَ يَشْكَسُ شَكَسًا الرَّجُلُ: قوپاللاشتى، يولدىن چىقتى، ئەخلاقى بۇزۇلدى.

شَكْسٌ: ئەسكى مىجەز، يامان ئادەت.

شَكِسٌ ج شُكُسٌ: ئەخلاقسىز، بەتخۇي، تۇرۇك، قوپال، ئاچچىقى يامان.

شُكْشُوكَةٌ: گۈزەل، كېلىشكەن، چىرايلىق؛ ئەركە نازىناقلىق.

شَكِصٌ: ئەخلاقسىز، خۇيى ئەسكى.

شَكِعَ يَشْكَعُ شَكَعًا الْمَرِيضُ: ئاغرىق ئىڭرىدى.

شَكِعَ الزَّرْعُ: زىرائەت كۆپ دانلىق بولدى.

شَكِعَ الرَّجُلُ: غەزەپلەندى.

شَكَّ يَشُكُّ شَكًّا فُلَانًا بِالرُّمْحِ: نەيزە سانجىدى.

شَكَّ فِي الْأَمْرِ: گۇمان قىلدى، شەك كەلتۈردى، شۈبھىلەندى.

شَكَّ الشَّيْءَ: يىرتتى.

شَكَّ فِي السِّلَاحِ: تولۇق قوراللاندى.

شَكَّ الْإِسْمِنْتُ: سېمونت قاتتى.

شَكَّتِ الشَّوْكُ رِجْلَهُ: پۇتىغا تىكەن سانجىلدى.

شَكَّ عَلَيْهِ الْأَمْرُ: ئىش گۇمانلىق بولدى.

شَكَّ الْجِلْدَ بِالْمِخْرَزِ: جۇۋالدۇرۇز بىلەن تېرىنى تىكتى.

شَكَّ الشَّيْءَ إِلَى الشَّيْءِ: قوشتى، ئۇلىدى.

شَكٌّ ج شُكُوكٌ: شەك، گۇمان، شۈبھى.

لَاشَكَّ: شەك يوق.

بِلَاشَكٍّ: شەكسىز، شۈبھىسىز.

وَضَعَهُ مَوْضِعَ شَكٍّ: ئۇنى گۇمانىي ئورۇنغا قويدى.

لَاسَبِيلَ إِلَى الشَّكِّ: بۇنىڭدىن شەكلىنىشكە ئورۇن

يوق.

لَايُرْقَى إِلَى الشَّكِّ: شەكسىز.

﴿فَإِنْ كُنْتَ فِي شَكٍّ مِمَّا أَنْزَلْنَا إِلَيْكَ﴾ «قرآن»: مۇبادا سەن ساڭا بىز نازىل قىلغان كىتابتىن شەكلىنىدىغان بولساڭ...

شِكٌّ: پېرىۋوت، پېرىۋوت قىلىش.

شُكَّاءُ: غەمكىن، پەرىشان؛ غەزەبناك؛ يىغلاڭغۇ.

شَكَّازٌ: جىنسىي ئاجىزلىق، جىنسىي ئەزاسى قاتماسلىق؛ بەتخۇي، جېدەلخور.

شَكَّاكٌ ج شَكَّاكُونَ: گۇمانخور.

شُكَاكٌ: نىسىگە ئالماق.

شِكَّةٌ ج شِكَكٌ: شىنا.

شَكَّةٌ ج شَكَّاتٌ: بىر قېتىم سانجىش.

شُكَّةٌ: مۇساپە، ئارىلىق.

شَكَّكَ يُشَكِّكُ تَشْكِيكًا: گۇمانىنى قوزغىدى، شەك كەلتۈردى؛ قەرز ئالدى؛ قەرز بەردى.

شَكَّكَنِي أَمْرُكَ: سېنىڭ ئىشىڭ مېنى گۇمانغا سالدى.

شَكَّكَ الْبَائِعُ الْمُشْتَرِيَ: مالنى نىسىگە بەردى.

شَكَّلَ يُشَكِّلُ تَشْكِيلًا الْأَمْرَ: ئىش تۇتۇق بولدى، مۇجمەل بولدى.

شَكَّلَ الشَّيْءَ: شەكىللەندۈردى، پەيدا قىلدى؛ تۈرگە ئايرىدى؛ تەسۋىرلىدى، سۈرەتلىدى.

شَكَّلَ الْوِزَارَةَ: كابىنېت تەشكىللىدى.

«تُشَكِّلُ الْحَرْبُ الْعِرَاقِيَّةُ الْإِيرَانِيَّةُ خَطَرًا عَلَى الْمِنْطَقَةِ كُلِّهَا»: ئىراق-ئىران ئۇرۇشى پۈتۈن رايونغا خەتەر ئېلىپ كېلىدۇ.

شَكَّلَ الْكِتَابَ: ھەرىكە قويدى، ئەرەبچە ھەرپلەرگە تاۋۇش بەلگىسى قويدى.

شَكَّلَ الْفَنَّانُ الشَّيْءَ: سۈرەتلەپ بەردى.

شَكَّلَ الْحُكُومَةَ: ھۆكۈمەتنى تەشكىللىدى.

شَكَّى يُشَكِّي تَشْكِيَةً الشَّاكِيَ: شىكايەتنى قوبۇل قىلدى.

شَكَلَ يَشْكَلُ شَكَلًا وَ شُكْلَةً: بىر خىل رەڭ يەنە بىر خىل رەڭگە ئارىلىشىپ قالدى.

شَكِلَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال غەلجىڭلىق قىلدى، نازلاندى.

شَكَلَ يَشْكُلُ شَكْلًا الْأَمْرُ: ئىش تۇتۇق بولدى، مۇجمەل بولدى.

شَكَلَ الدَّابَّةَ: ھايۋاننى باغلىدى، چۇشىدى.

شَكَلَ الْأَمْرَ: ئىشنى مۇرەككەپلەشتۈرۈۋەتتى، قىيىنلاشتۇرۇۋەتتى.

شَكْلٌ / شِكْلٌ: ناز قىلماق، غەلجىڭلىماق؛ ئوخشاش.

«هَذَانِ التَّوْأَمَانِ شِكْلَانِ»: بۇ قوشكېزەك بىر-بىرىگە ئوخشايدۇ.

شَكْلٌ ج أَشْكَالٌ وَ شُكُولٌ: رەسىم، سۈرەت؛ ھەيكەل؛ قىيابەت، شەكىل.

شَكْلٌ هَنْدَسِيٌّ: گېئومېتىرىيلىك شەكىل.

شَكْلُ الْكَلَامِ: تاۋۇش بەلگىلىرى.

اَلشَّكْلُ وَالْمَوْضُوعُ: شەكلى ۋە ماۋزۇسى.

شَكْلُ تَبَادُلِ الْمُنْتَجَاتِ: مەھسۇلات ئالماشتۇرۇش ئۇسۇلى.

شَكْلٌ قَوِيٌّ: قايناق-تاشقىنلىق بىلەن.

بِشَكْلٍ سَافِرٍ: ئوچۇقتىن-ئوچۇق.

بِهَذَا الشَّكْلِ: مۇشۇ ئۇسۇل بويىچە.

كُرَوِيُّ الشَّكْلِ: شار شەكىللىك، شارسىمان.

مُسْتَدِيرُ الشَّكْلِ: يۇملاق شەكىل، ئايلانما شەكىل.

شَكْلًا: شەكىل جەھەتتىن.

الشَّكْلُ وَالْمَضْمُونُ: شەكىل ۋە مەزمۇن.

فِي شَكْلِهِ الْحَالِيِّ: ھازىرقى ھالىتىدە.

أَعْرِضْ رَأْيَكَ بِشَكْلٍ وَاضِحٍ: پىكرىڭنى ئوچۇق رەۋىشتە قوي.

شَكْلٌ ج شَوَاكِلُ: تۇر، خىل؛ خاراكتېر، پەزىلەت.

﴿وَآخَرُ مِنْ شَكْلِهِ أَزْوَاجٌ﴾ «قرآن»: يەنە (ئۇلارغا

مۇشۇ خىلدىكى باشقا تۈرلۈك ئازابلار بار.

شُكْلَةٌ: تۈرلۈك رەڭلەرنىڭ ئارىلىشىپ كېتىشى، ئوخشايدىغان.

شُكْلَةٌ فِي العَيْنِ: كۆز ئېقىنىڭ قىزىرىپ قېلىشى.

شَكْلِيٌّ: شەكىللىك، شەكلىي جەھەتتىن، شەكىلۋاز.

شَكَلِيٌّ ج شَكَلِيَّةٌ: ئۇرۇشقاق، جېدەلخور.

شَكْلِيَّةٌ ج شَكْلِيَّاتٌ: فورمالىزم، شەكىلۋازلىق.

شَكَمَ يَشْكُمُ شَكْمًا: جىمىقتۇردى، بېسىقتۇردى.

شَكَمَ الْوَالِي: ۋالىيغا پارا بەردى.

شَكَمَهُ: ئۇنىڭغا نەرسە بېرىپ ئۇنى بېسىقتۇردى.

شَكَمَ الْفَرَسَ: ئاتقا يۈگەن سالدى.

شَكَمَ الْمُعْتَدِي: تاجاۋۇزچىنىڭ دەككىسىنى بەردى.

شَكِمَ يَشْكَمُ شَكَمًا: ئاچ قالدى.

شَكِمٌ: يولۋاس، قورسىقى ئاچ ئادەم.

شُكْمٌ: مۇكاپات، سوۋغا، ھەدىيە.

شَكُوٌ: بوتىلاق؛ كېسەللىك.

شَكْوَةٌ ج شَكَوَاتٌ وَ شَكَاءٌ: شىكايەت قىلماق، ئەرز قىلماق، دادلىماق؛ تۇلۇم.

«قَدِمْ شَكْوَةً بِمَا حَدَثَ لَكَ»: دەردىڭنى تۆكسەڭ بولىدۇ.

شُكُورٌ: رەھمەت ئېيتماق، تەشەككۈر بىلدۈرمەك.

شَكُورٌ ج شُكُرٌ: كۆپ شۈكۈر قىلغۇچى.

اَلشَّكُورُ: ئاللاھتائالانىڭ سۈپەتلىرىدىن بولۇپ، شۈكۈرنى قوبۇل قىلغۇچى ۋە ساۋاپ بەرگۈچى دېگەن مەنىدە.

﴿وَقَلِيلٌ مِنْ عِبَادِيَ الشَّكُورُ﴾ ‹قۇرئان›: مېنىڭ بەندىلىرىمدىن (ئاللاھنىڭ نېمەتلىرىگە شۈكۈر قىلغۇچى بەك ئاز.

رَبِّي شَكُورٌ: پەرۋەردىگارىم شۈكۈرنى قوبۇل قىلغۇچىدۇر، ياخشى ئىشقا كۆپ ساۋاب بەرگۈچىدۇر.

شَكُوسٌ: بولقا.

شَكُوكٌ: گۇمانخور.

شَكْوَى ج شَكَاوٍ: دەرد، شىكايەت، ئەرز.

شَكَى يَشْكِي شَكْيًا إِلَيْهِ: شىكايەت قىلدى، دادلىدى.

شَكِيَ يَشْكَأُ شَكًأ ظُفْرُهُ: تىرنىقى يېرىلىپ كەتتى.

شَكِيرٌ: كۆپ شۈكۈر قىلغۇچى.

شَكِيصَةٌ: بەتتەخلاق، خۇيى يامان.

شَكِيصَةٌ مِنَ الْإِبِلِ :سۈتى يوق قىسىر تۆگە.

شَكِيكَةٌ ج شَكَائِكُ وَ شُكُكٌ: مېۋە سېۋىتى؛ مىجەز، خاراكتېر؛ ئۇسۇل، چارە؛ ئەترەت.

دَعْهُ عَلَى شَكِيكَتِهِ: مەيلىگە قويۇۋەت.

شَكِيمَةُ اللِّجَامِ ج شَكَائِمُ وَ شُكُمٌ: ئېغىزدۇرۇق، يۈگەن.

ذُو شَكِيمَةٍ: تەرسا، ئاساۋ.

شَكِيٌّ م شَكِيَّةٌ ج شَكَايَا: بىچارە؛ ئاغرىق.

شَكِيَّةٌ ج شَكَايَا: دەرد، شىكايەت، ئەرز.

شَلَا يَشْلُو شَلْوًا الشَّيْءَ: كۆتۈردى، ئۆرلەتتى.

شَلَاشِلُ: يېڭى ئوت-چۆپ.

شَلَاضِيمُ: لەۋ، كالپۇك.

شِلَالَةٌ: يىرىك تىكمەك، قارا سالماق، تۆنىمەك.

شِلْبَةٌ: تاپانبىلىق، كاراس.

شِلْتَةٌ: يۇمشاق ياستۇق، پەي ياستۇق.

شَلْجَمٌ: قىچا.

شَلَحَ يَشْلَحُ شَلْحًا ثِيَابَهُ: كىيىمنى سالدى.

شَلْحَاءُ ج شُلُحٌ: ئۆتكۈر قىلىچ.

شَلْحَى ج شُلُحٌ: ئۆتكۈر قىلىچ.

شَلَخَ يَشْلَخُ شَلْخًا بِالسَّيْفِ: قىلىچ بىلەن چاپتى.

شَلْخٌ: تۆپ، يىلتىز، ئەسلىي؛ بالا.

هُوَ شَلْخُ سُوءٍ: ئۇ يامان بالا، ئالىقاپ.

شِلْسٌ ج شُلُوسٌ: يىلتىز.

شَلْشَلَ يُشَلْشِلُ شَلْشَلَةً الْمَاءَ: سۇ تامچىلىدى.

شَلْطَاءٌ: قەلەمتىراش.

شَلَغَ يَشْلَغُ شَلْغًا الرَّأْسَ: باشنى يېرىۋەتتى.

شَلْغَمٌ: قىچا؛ چامغۇر.

شَلَفَ يَشْلُفُ شَلْفًا الْبِنْتَ: قىزنى ئەپقېچىپ كەتتى، ئالداپ ئېلىپ كەتتى.

شَلْفَةٌ: شىتىك.

شَلَقَ يَشْلُقُ شَلْقًا ـ هُ: ياردى، پارچىلىدى.

شِلْقٌ / شِلِقٌ: لايىپكەك (لايدا ياشايدىغان بىر خىل جانىۋار)، لايخورەك.

شِلْقَاءُ: بەكە، قەلەمتىراش، پىچاق.

شَلْقَةٌ: كىلەنلىك تۇخۇمى.

شَلَّ يَشِلُّ شَلًّا الثَّوْبَ: كىيىمنى قوپال تىكتى.

شَلَلٌ: پالەچ.

شَلَلٌ جُزْئِيٌّ: يېرىم پالەچ.

شَلَلٌ وَجْنِيٌّ: لەقۋا.

شَلَلُ الْأَطْفَالِ: بالىلار پالەچ كېسەللىكى، يۇلۇن ياللۇغى.

أُصِيبَ بِشَلَلٍ نِصْفِيٍّ: يېرىم پالەچ بولۇپ قالدى.

شَلَّ يَشَلُّ شَلًّا وَ شَلَلًا: پالەچ بولۇپ قالدى.

شَلَّاءُ: سەكتە، پالەچ.

يَدٌ شَلَّاءُ: قولى تۇتماس.

عَيْنٌ شَلَّاءُ: كۆز نۇرى ئۆچكەن.

شَلَّالٌ ج شَلَّالَاتٌ: شارقىراتما، جىددىي ئېقىن.

شِلَّةٌ ج شِلَلٌ: مەقسەت، نىشان، مۇددىئا؛ توپ، كوللېكتىپ، تەشكىلات، گۇرۇھ، مەزھەپ؛ ئۇيۇشما، پارتىيە ـ گۇرۇھ.

شَلَّحَ يُشَلِّحُ تَشْلِيحًا: تارتىۋەتتى، سالدۇرۇۋەتتى.

شَلَّلَ يُشَلِّلُ تَشْلِيلًا الثَّوْبَ: كىيىمنى قوپال تىكتى.

شِلَّمٌ: ئۇت ئۇچقۇنى.

شَلُّوتٌ ج شَلَالِيطُ: تەپمەك؛ ھەرىكەتلەندۇرگۇچ كۈچ.

شَلَمَ يَشْلُمُ شَلْمًا: قورقۇتتى.

شَلْمَةٌ: ھودۇقۇپ كېتىش، تېگىرقاپ قېلىش.

شِلِنٌ . شِلِنَاتٌ: شىللىڭ (ئەنگلىيە ئاقچىسى).

شِلْوٌ ج أَشْلَاءُ: بىر پارچە گۆش.

«اِئْتِنِي بِشِلْوٍ مِنْ أَشْلَاءِ هَذِهِ الشَّاةِ»: بۇ قويىنىڭ گۆشىدىن بىر پارچە بەرگىن.

شُلُوقٌ: ئىسسىق ھاۋا.

شَلِيتَةٌ ج شَلِيتَاتٌ: قاپ، تاغار، خالتا.

شَلِيٌّ: قالدۇقى، ئېشىپ قالغىنى.

شَلِيَّةٌ ج شَلَايَا: مالنىڭ قالدۇقى.

«لَمْ يَبْقَ مِنْ مَالِهِ إِلَّا شَلِيَّةٌ»: ئۇنىڭ مېلىدىن پەقەت ئازغىنە قالدى.

شَمَا يَشْمُو شُمُوًّا الرَّجُلُ: مەرتىۋىسى يۇقىرى بولدى.

شِمَاتٌ: ئۈمىدسىز، نائۈمىد.

رَجَعَ الْجُنُودُ شِمَاتًا: قوشۇن نائۈمىد بولۇپ قايتتى.

شَمَاتَةٌ: ئىچى قارىلىق قىلماق؛ چوشكۇرگۈچىگە «يەرھەمۇكەللاھ» (ئاللاھ ساڭا رەھىم قىلسۇن) دېمەك.

شَمَارٌ: بەدىيان.

شِمَّارٌ ج شِمَّارَاتٌ: تاسما ، باغ؛ لېنتىك، باغىرداق.

شُمَارِقُ: يىرتىق چاپان.

شَمَاشِيرُ: كۆكلەك.

شِمَاصٌ: قېچىش.

شُمَاصٌ: ئالدىراش، ھاپىلا ـ شاپىلا.

شَمَاطَةٌ: تەرتىپسىزلىك، ئالتوپىلاڭ، پاراكەندىچىلىك.

شَمَاقَةٌ: جانلىق، تېتىك، روھلۇق.

شِمَالٌ ج شَمَالَاتٌ: شىمال، شىمال تەرەپ، شىمالىي قىسىم.

شِمَالٌ شَرْقِيٌّ: شەرقىي شىمال.

رِيحُ الشِّمَالِ: غەربىي شىمال شامىلى.

شِمَالٌ غَرْبِيٌّ: غەربىي شىمال.

كَوْكَبُ الشِّمَالِ: شىمالىي قۇتۇپ يۇلتۇزى.

اَلْيَدُ الشِّمَالُ: سول قول، سول تەرەپ.

«ثُمَّ لَآتِيَنَّهُمْ مِن بَيْنِ أَيْدِيهِمْ وَمِنْ خَلْفِهِمْ وَعَنْ أَيْمَانِهِمْ وَ عَنْ شَمَائِلِهِمْ» «قۇرئان»: ئالدىن ئۇلارغا چوقۇم ئالدىدىن، ئارقىسىدىن، ئوڭدىن، سولدىن ھۇجۇم قىلىمەن.

طَيْرُ الشِّمَالِ: شۇملۇق قۇشى.

شِمَالٌ ج أَشْمُلٌ وَ شُمُلٌ وَ شَمَائِلُ: سول، سول تەرەپ، مىجەز، خاراكتېر، قاپ، تاغار.

«لَيْسَ مِنْ شِمَالِي أَنْ أَعْمَلَ بِالشِّمَالِ»: سول قولۇم بىلەن ئىشلەش مېنىڭ ئادىتىم ئەمەس.

«إِنَّ أَبَا هَذَا كَانَ يَنْسُجُ الشِّمَالَ بِيَمِينِهِ»: بۇنىڭ دادىسى ئوڭ قولى بىلەن خورما تاغىرى توقۇيتتى.

«فَمَالِ الَّذِيْنَ كَفَرُوا قِبَلَكَ مُهْطِعِيْنَ عَنِ الْيَمِيْنِ وَعَنِ الشِّمَالِ عِزِيْنَ» «قۇرئان»: كاپىرلارغا نېمە بولدىكىن، ئۇلار سەن تەرەپكە تېز كېلىشىپ، ئوڭ ـ سول تەرەپكە توپ ـ توپ بولۇپ ئولتۇرۇشىدۇ.

شِمَالًا: شىمالدا، شىمال تەرەپتە.

شِمَالِيٌّ: شىماللىق، شىمالنىڭ؛ سول تەرەپ، سول تەرەپنىڭ.

شِمَالِيُّونَ: سولچىلار.

شَمِتَ يَشْمَتُ شَمَاتًا وَ شَمَاتَةً: ئىچى قارىلىق قىلدى.

شَمِتَ بِعَدُوِّهِ: دۈشمىنىگە يەتكەن خاپىلىقتا خۇش بولدى.

شَمَجَ يَشْمُجُ شَمْجًا فِي الْأَمْرِ: ئالدىراپ قىلدى، تېز قىلدى.

شَمَجَ فُلَانًا: ئالدىراتتى.

شَمَجَ الشَّيْءَ: ئارىلاشتۇرۇۋەتتى.

شَمَجَ الثَّوْبَ: كىيىمگە كۆك سالدى.

شَمَجَ الشَّعِيْرَ: ئارپىدىن نان ياقتى.

شَمْجَةٌ عَنْ كَذَا: يىراقلاشتۇردى، نېرى قىلدى.

شَمَخَ يَشْمَخُ شَمْخًا وَ شُمُوخًا الْجَبَلُ: تاغ ئېگىز بولدى.

شَمَخَ أَنْفُهُ: چوڭچىلىق قىلدى، تەكەببۇرلۇق قىلدى، خورىكى ئۆسۈپ قالدى.

شِمْخٌ: شاخ، نوتا.

شَمْخَرَ يُشَمْخِرُ شَمْخَرَةً: تەكەببۇرلۇق قىلدى، چوڭچىلىق قىلدى.

شَمْخَرَةٌ: تەكەببۇرلۇق، چوڭچىلىق، مەغرۇرلۇق.

شَمَذَ يَشْمِذُ شَمْذًا وَ شُمُوذًا الْحَيَوَانُ: ھايۋان قۇيرۇقىنى كۆتۈردى.

شَمَذَ الرَّجُلُ ثَوْبَهُ: كىشى پېشىنى كۆتۈرۈۋالدى.

شَمَرَ يَشْمُرُ شَمْرًا: ئالدىراپ ماڭدى.

شَمَرَ الشَّيْءَ: قاتلىۋالدى؛ يىغىۋالدى، قورۇۋالدى، تۈرۈۋالدى.

شَمَرَ عَنْ سَاقِيهِ: پۇتىقىنى تۈرۈۋالدى.

شَمَرَ كُمَّهُ: يېڭىنى تۈردى.

شَمَرَ يَشْمُرُ / يَشْمِرُ شَمْرًا ـ هُ: ئەمەلدىن قالدۇردى، بىكار قىلدى.

شَمَرَ الشَّيْءَ: قورۇلۇۋالدى، تۈگۈلۈۋالدى.

شَمَرَ لِلْأَمِيْرِ: كۆڭۈل بۆلدى، تەييارلىق قىلدى.

شَمَرَ عَنْ سَاعِدِهِ: چاققانلىق بىلەن ئىشلىدى.

شَمِرٌ: بەدىيان.

شِمْرٌ: ئەستايىدىل؛ تەجرىبىلىك؛ مەرد.

شِمْرَاخٌ ج شَمَارِيْخُ: غول، شاخ، تال.

شُمْرَةٌ: بەدىيان.

شَمْرَجَ يُشَمْرِجُ شَمْرَجَةً وَ شِمْرَاجًا الثَّوْبَ: كىيىمنى ناچار تىكتى.

شَمْرَجَ الْكَلَامَ: سۆزنى مالىماتاڭ قىلدى.

شَمْرَجَ الْوَلَدَ: بالىنى ئوبدان باقتى.

شَمْرَخَ يُشَمْرِخُ شَمْرَخَةً وَ شِمْرَاخًا الْغُصْنَ: ھارام

شاخنى چاتىدى، هارام شاخنى پۇتىدى.

شَمَرْدَلٌ م شَمَرْدَلَةٌ: چىداملىق، جىگەرلىك، چىداملىق بالا.

جَمَلٌ شَمَرْدَلٌ: چىداملىق تۆگە.

شُمْرُوخٌ ج شَمَارِيخُ: غول؛ شاخ، تال.

شَمَزَ يَشْمُزُ شَمْزًا مِنْهُ: قورقۇپ كەتتى، نەپرەتلەندى، يىرگەندى، بىزار بولدى.

شَمَسَ يَشْمُسُ شُمُوسًا وَ شِمَاسًا: رەت قىلدى، توستى.

شَمَسَ لَهُ: دۇشمەنلىكنى ئاشكارىلىدى.

شَمَسَ يَشْمُسُ / يَشْمِسُ شَمْسًا وِ شَمِسَ يَشْمَسُ شَمْسًا اَلْيَوْمُ: كۈن ئوچۇق بولدى، كۈن ئىچىلدى.

شَمْسٌ ج شُمُوسٌ: قۇياش، كۈن.

شُرُوقُ الشَّمْسِ: كۈن چىقماق.

﴿وَمِنْ آيَاتِهِ اللَّيْلُ وَالنَّهَارُ وَالشَّمْسُ وَالْقَمَرُ﴾ «قرآن»: كېچە بىلەن كۈندۈز، كۈن بىلەن ئاي ئاللاھنىڭ (بىرلىكىنى ۋە قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر.

ضَرْبَةُ الشَّمْسِ: ئىسسىق ئۆتۈپ كەتمەك.

ضَوءُ الشَّمْسِ: كۈن نۇرى، ئاپتاپ.

عَبَّادُ الشَّمْسِ: ئاپتاپپەرەس.

غُرُوبُ الشَّمْسِ: كۈن ئولتۇرماق.

عَابِدُ الشَّمْسِ: كۈنگە چوقۇنغۇچى.

هَذَا وَاضِحٌ وُضُوحَ الشَّمْسِ: بۇ ئىنتايىن ئوچۇق، بۇ ئۆز-ئۆزىدىن روشەن.

لَا جَدِيْدَ تَحْتَ الشَّمْسِ: يېڭىلىق يوق.

شَمْسِيٌّ: كۈندۈزدىكى، كۈنگە مەنسۇپ؛ كۈن نۇرى.

شَهْرٌ شَمْسِيٌّ: شەمسىيە ئېيى.

اَلتَّصْوِيْرُ الشَّمْسِيّ: سۈرەتكە ئالماق، فوتو سۈرەت.

حَمَّامٌ شَمْسِيٌّ: قۇياش مۇنچىسى.

حَرْفٌ شَمْسِيٌّ: شەمسىيە ھەرپلىرى.

شَمْسِيَّةٌ ج شَمْسِيَّاتٌ وَ شَمَاسِيٌّ: كۈنلۈك؛ يامغۇرلۇق.

صُورَةٌ شَمْسِيَّةٌ: سۈرەت، فوتوگرافىيە، فوتو سۈرەت، رەسىم.

سَاعَةٌ شَمْسِيَّةٌ: قۇياش سائىتى.

سَنَةٌ شَمْسِيَّةٌ: شەمسىيە يىلى (365 كۈن 5 سائەت 14 مىنۇت).

شَمْسِيَّةُ الشُّبَّاكِ: پەنجىرە، روجەك.

شَمْشَمَ يُشَمْشِمُ شَمْشَمَةً: پۇرىدى، پۇراپ بىلدى، بايقىدى.

شَمْشَمَةٌ: پۇرىماق، ئىزدەپ تاپماق.

شَمَصَ يَشْمُصُ شَمْصًا ـ هُ: ئۇنىڭغا ئەزىيەت قىلىپ خاپا قىلدى، رەنجىتتى.

شَمَصَ الدَّابَّةَ: ھايۋاننى ئىتتىك ھەيدىدى.

شَمِصَ يَشْمَصُ شَمَصًا الرَّجُلُ: ئالدىراپ سۆزلىدى.

شَمَطَ يَشْمِطُ شَمْطًا الشَّيْءَ: ئارىلاشتۇردى.

شَمَطَ الشَّجَرُ: دەرەخ ياپرىقى تۆكۈلدى، چېچىلدى.

شَمَطَ النَّبَاتُ: ئوت-چۆپ ئۆستى.

شَمِطَ يَشْمَطُ شَمَطًا شَعْرُهُ: چېچى ئاقاردى، چېچىغا ئاق ئارىلىدى.

شَمَظَ يَشْمُظُ / يَشْمِظُ شَمْظًا ـ هُ: توستى، چەكلىدى.

شَمَظَ الشَّيْءَ: ئارىلاشتۇردى.

شَمَعَ يَشْمَعُ شَمْعًا وَ شُمُوعًا وَ مَشْمَعًا الرَّجُلُ: ئويناشتى، چاقچاقلاشتى.

شَمَعَ يَشْمَعُ شُمُوعًا الشَّيْءُ: تارقالدى، چېچىلدى، پارچىلاندى.

شَمْعٌ: موم؛ شام.

شَمْعُ النَّحْلِ: ھەسەل مومى.

شَمْعَةٌ ج شَمْعٌ وَ شَمَعَاتٌ: ۋاث.

شَمْعَةُ الْإِحْتِرَاقِ: دۆلگاتېل.

اَلْمِصْبَاحُ ذُو مِائَةِ شَمْعَةٍ: بۇ يۈز ۋاتلىق لامپوچكا.

شَمْعَدَانٌ ج شَمَاعِيدُ: شامدان.

شَمْعَلَ يُشَمْعِلُ شَمْعَلَةً الْقَوْمَ: تارقىلىپ كەتتى.

شَمْعِيٌّ: شامنىڭ.

شَمِقَ يَشْمَقُ شَمَقًا وَ شَمَاقَةً: روھلىنىپ كەتتى، جانلىنىپ كەتتى.

شِمِقٌ مِنَ الثِّيَابِ: يېرتىق كىيىم.

شَمِلَ يَشْمَلُ وَ شَمَلَ يَشْمُلُ شَمْلًا وَ شَمَلًا وَ شُمُولًا الْأَمْرُ الْقَوْمَ: ئىش قوۋمغا ئومۇملاشتى.

شَمَلَهُ: ئۇنى ئۆز ئىچىگە ئالدى، ئۇنىڭ تەركىبىدە بولدى.

شَمَلَ فُلَانًا: كۆڭۈل بۆلدى.

شَمَلَهُمْ بِرِعَايَتِهِ: غەمخورلۇق قىلدى.

شَمَلَ يَشْمُلُ شَمْلًا وَ شُمُولًا بِالْعِنَايَةِ: غەمخورلۇق قىلدى، كۆڭۈل بۆلدى.

شَمْلٌ: ئىتتىپاق، بىرلەشمە.

جَمْعُ الشَّمْلِ: بىرلەشمە، قوشما.

تَشَتُّتُ الشَّمْلِ: پارچىلانماق، تارقالماق.

بَدَّدَ شَمْلَهُمْ: ئۇلارنى پارچىلىۋەتتى، تارقىتىۋەتتى.

جَمَعَ اللهُ شَمْلَهُمْ: ئاللاھ ئۇلارنى ئىتتىپاقلاشتۇردى.

فَرَّقَ اللهُ شَمْلَهُمْ: ئاللاھ ئۇلارنى تىرىپىرەن قىلىۋەتتى.

شِمْلَالٌ: سول، تېز، چاققان.

جَمَلٌ شِمْلَالٌ: تېز ماڭىدىغان تۆگە.

شَمْلَةٌ ج شَمَلَاتٌ: تون، خالات، پىلاش؛ رومال.

شَمْلَلَ يُشَمْلِلُ شَمْلَلَةً الرَّجُلُ: ئالدىرىدى، تېنىدى.

شِمْلُولٌ ج شَمَالِيلُ: ئازغىنە، ئاز مىقداردا؛ تېز، چاققان.

شَمَّ يَشَمُّ شَمًّا وَ شَمِيمًا الْوَرْدَ: گۈلنى پۇرىدى.

شَمَّ الْهَوَاءَ: ھاۋانى سۈمۈردى.

شَمَّ الْخَبَرَ: خەۋەرنى سەزدى.

شَمَّ يَشُمُّ شَمًّا: تەكەببۇرلۇق قىلدى، گەدەيدى.

شَمَّ الْجَبَلُ: تاغ قەد كۆتۈرۈپ تۇردى.

شَمَّ فِيهِ: يوقۇملاندى.

شَمَّمَ يُشَمِّمُ تَشْمِيمًا الْوَرْدَ: گۈلنى پۇراتتى.

شَمٌّ: پۇراش، پۇراش سېزىمى؛ پۇراش ئەزاسى.

«وَشَمَّمْتُ رِيحَ الْمِسْكِ مِنْ فَقَرَاتِهَا وَتَلَأْلَأَتْ مِنْ شَطْرِهَا الْأَضْوَاءُ»: مەن بۇ شېئىرنىڭ مىسرالىرىدىن ئىپار ھىدلىرىنى پۇرىدىم. شېئىرنىڭ كۇپلېتلىرىدىن نۇرلار چاقناۋاتقانلىقىنى بايقىدىم.

شَمَمٌ: تەكەببۇرلۇق، چوڭچىلىق؛ ئېگىزلىك.

شَمَّاسٌ ج شَمَامِسَةٌ: چېركاۋ خادىمى.

شَمَّاعٌ: شام ياسىغۇچى، شام ساتقۇچى.

شَمَّاعَةٌ ج شَمَّاعَاتٌ: كىيىم ئاسقۇچ.

شَمَّامٌ الواحدة شَمَّامَةٌ ج شَمَّامَاتٌ: قوغۇن، چىلگە.

شَمَّامٌ ج شَمَّامُونَ: پۇراش سېزىمى كۈچلۈك.

شَمَّامَةٌ: جومەك.

شَمَّتَ يُشَمِّتُ تَشْمِيتًا هُ: ئۈمىدسىزلەندۈردى، ئەپسۇسلاندۇردى.

شَمَّتِ الْعَاطِسَ: چۈشكۈرگۈچىگە دۇئا قىلدى، ئاللاھ رەھمەت قىلسۇن، دېدى.

شَمَّةٌ: بىر قېتىم پۇراش.

شَمَّخَ يُشَمِّخُ تَشْمِيخًا أَنْفَهُ: چوڭچىلىق قىلدى، تەكەببۇرلۇق قىلدى.

شَمَّرَ يُشَمِّرُ تَشْمِيرًا الرَّجُلُ: ئالدىراپ ماڭدى، تېز ماڭدى.

شَمَّرَ كُمَّهُ: يېڭىنى تۈردى، شمايلىدى.

شَمَّرَ عَنْ سَاعِدِ الْجِدِّ وَالْكَدِّ: ئاكتىپ ئىشلىدى، جاپالىق ئىشلىدى.

شَمَّرَ لِلْأَمْرِ: بىر ئىشقا كۆڭۈل بۆلدى.

شَمَّرَتِ الْحَرْبُ عَنْ سَاقِهَا: ئۇرۇش قاتتىق بولدى.

شَمَّسَ يُشَمِّسُ تَشْمِيسًا هُ: ئاپتاپقا قاقلىدى،

ئاپتاپقا سالدى.

شَمَّعَ يُشَمِّعُ تَشْمِيعًا الشَّيْءَ: نەرسىنى بويىاپ كۆرسەتتى، بېزەپ كۆرسەتتى.

شَمْعَةٌ: ئۇنى ئويناتتى، تاماشا قىلدۇردى.

شَمُوزٌ: ئالماس.

شَمِّيٌ: پۇراقلىق.

شَمَنْدَرٌ ـ شَمَنْدُورٌ: قىزىلچا.

شَمَنْدُورَةٌ ج شَمَنْدُورَاتٌ: لەيلىمە بەلگە (دەريا ـ دېڭىزدىكى).

شَمَنْدُورَةُ السَّلَامَةِ: (سۇدىن) قۇتقۇزۇش بالونى.

شَمُوخٌ: يىراق، چەت.

شُمُوخٌ: ئېگىز بولماق، قەد كۆتۈرۈپ تۇرماق.

شَمُوسٌ ج شُمُسٌ: جاھىل، تەرسا؛ ئاپتاپ، ئاپتاپلىق.

رَجُلٌ شَمُوسٌ: جاھىل ئادەم.

دَابَّةٌ شَمُوسٌ: ئاساۋ ھايۋان، شاش ھايۋان.

شَمُولٌ ـ اَلشَّمُولُ: ھاراق.

سَقَاهُ الشَّمُولَ: ئۇنىڭغا ھاراق تۇتتى.

شُمُولِيٌّ: ئەتراپلىق، كەڭ دائىرىلىك.

اَلْحُكْمُ الشُّمُولِيّ: مۇستەبىدات ھۆكۈمران.

نَظَرَ إِلَى الْمَوْضُوعِ نَظْرَةً شُمُولِيَّةً: مەسىلىگە ئەتراپلىق قارىدى.

شَمِيلَةٌ ج شَمَائِلُ: تەبىئەت، ماھىيەت، تەبىئىي خۇسۇسىيەت؛ گۈزەل ئەخلاق.

هُوَ كَرِيمُ الشَّمَائِلِ: ئۇ گۈزەل ئەخلاقلىق.

شَمِيمٌ ج شِمَامٌ: خۇش پۇراق نەرسە؛ ئېگىز، يۈكسەك.

شَنَآنٌ م شَنْآنَةٌ وَ شَنْآى: ئۆچمەنلىك، ئاداۋەت، يىرگىنىچ.

﴿وَلا يَجْرِمَنَّكُمْ شَنَآنُ قَوْمٍ عَلَى أَلَّا تَعْدِلُوا﴾ «قۇرئان»: بىرەر قەۋمگە بولغان ئۆچمەنلىكىڭلار (ئۇلارغا) ئادىل بولماسلىقىڭلارغا سەۋەب بولمىسۇن.

شَنَاءَةٌ: قاتتىق ئاداۋەت.

شِنَاخٌ ج أَشْنِخَةٌ: تاش تۇمشۇقى.

شَنَارٌ: ھاقارەت.

شُنَارَى: يىلپىز.

شَنَاعَةٌ: سەت، كۆرۈمسىز، ئىسكەتسىز؛ قورقۇنچلۇق، ۋەھىمىلىك.

شُنَانٌ: سوغۇق سۇ، يامغۇرلۇق بۇلۇت.

شَنَأَ وَ شَنِئَ يَشْنَأُ شَنْأً وَ شَنْأَةً وَشَنَآنًا وَ مَشْنَأً وَ مَشْنَأَةً وَ مَشْنُوءَةً: نەپرەتلەندى، يىرگەندى، ئۆچ كۆردى.

شَنْأَةٌ: ئۆچمەنلىك، نەپرەتلىنىش.

شَنِبَ يَشْنَبُ شَنَبًا الْيَوْمُ: كۈن سوغۇق بولدى.

شَنِبَ الرَّجُلُ: كىشىنىڭ چىشلىرى چىرايلىق، سۈزۈك بولدى.

شَنَبٌ ج أَشْنَابٌ وَ أَشْنِبَةٌ: بۇرۇت؛ چىشنىڭ پارقىراق، چىرايلىق بولۇشى.

أَبُو شَنَبٍ: بۇرۇتلۇق.

شَنَبْثٌ: يولۋاس، قوپال.

شَنْبَرٌ ج شَنَابِرُ: چەت، ياقا، گىرۋەك؛ كۆزەينەك رامكىسى.

اَلشَّنْتَةُ: خالتا، تاغار، قاپ، سەپەر خالتىسى.

شُنْتَرَةٌ ج شَنَاتِرُ: بارماق (قول).

شَنِجَ يَشْنَجُ شَنَجًا: تارايدى، قورۇلدى، يىغىلدى.

شَنَجٌ: تۆگە.

شُنْخُوبٌ ج شَنَاخِيبُ: تاغاق سۆڭەك؛ بەل ئومۇرتقا سۆڭەك؛ تاغ چوققىسى.

شِنْشِنَةٌ ج شَنَاشِنُ: ئادەت، ئۆرپ ـ ئادەت؛ قائىدە ـ يوسۇن؛ خاراكتېر، خۇسۇسىيەت، تەبىئەت.

شَنَصَ يَشْنُصُ شُنُوصًا بِهِ: ئېسىلىۋالدى.

شَنَطَ يَشْنُطُ شَنْطًا: تۇگدى، چىگدى، باغلىدى، يۆگىدى.

شَنَطَ اللَّحْمَ: گۆشنى چالا پىشۇردى.

شَنْطَةٌ ج شُنُطٌ: سومكا، خالتا، قاپ، سەپەر خالتىسى.

شَنْطَةُ الْكُتُبِ: سومكا، جىلت.

شَنْطَةُ يَدٍ: قول سومكىسى.

شَنُعَ يَشْنُعُ شَنَعًا وَ شَنَاعَةً وَ شُنْعًا وَ شُنُوعًا الشَّيْءُ: سەت بولدى، ئۇيات بولدى.

شَنَعَ يَشْنَعُ شَنْعًا ـ هُ: ھاقارەتلىدى، ئاھانەت قىلدى، قاتتىق سۆكتى.

شَنِعٌ: سەت، قەبىھ، يامان؛ قورقۇنچلۇق.

شُنْعَةٌ: سەت، كۆرۈمسىز، ئۇسكەتسىز؛ قورقۇنچلۇق ۋەھىمىلىك.

شَنَفَ يَشْنُفُ شَنْفًا إِلَيْهِ: سىنچىلاپ قارىدى، دىققەت بىلەن قارىدى.

شَنِفَ يَشْنَفُ شَنَفًا لَهُ: چۈشەندى، بىلدى، تۇيدى، ئۇقتى.

شِنْفٌ ج أَشْنَافٌ وَ شُنُوفٌ: زىرە، ھالقا.

شَنَقَ يَشْنُقُ شَنْقًا رَأْسَ الدَّابَّةِ: ئۇلاغنى ئېگىز شاخقا باغلىدى، ئېگىز قوزۇققا باغلىدى.

شَنَقَ الرَّجُلَ: كىشىنى دارغا ئاستى.

شَنَقٌ: ئارغامچا، ئارقان.

شَنْقٌ: دارغا ئاسماق.

«إِسْتَحَقَّ الْمُجْرِمُ الشَّنْقَ»: جىنايەتچى دارغا تېگىشلىك بولدى.

شِنْقَابٌ: لايخورەك.

شُنْقُبٌ: لايخورەك.

شَنِمٌ: سوغۇق، مۇزدەك.

مَاءٌ شَنِمٌ: سوغۇق سۇ.

شَنَّ يَشُنُّ شَنًّا الْغَارَةَ عَلَيْهِمْ: ئۇلارغا كەڭ كۆلەملىك ھۇجۇم قىلدى، ئومۇميۈزلۈك ھۇجۇم باشلىدى.

شَنٌّ ج شِنَانٌ: تۇلۇم.

«إِنْ كَانَ عِنْدَكَ مَاءٌ بَاتَ هَذِهِ اللَّيْلَةَ فِي شَنَّةٍ وَإِلَّا كَرَعْنَا»: قىشقىدا تۇلۇمدا بىر كېچە قونغان سوغۇق سۇ بولسا قۇيۇپ بەرگىن، بولمىسا بىز سۇنى كۆتۈرۈپلا ئىچىمىز.

شَنَّجَ يُشَنِّجُ تَشْنِيجًا عَلَيْهِ: ئەيىبلىدى، مالامەت قىلدى، سەتلىدى.

شَنَّرَ يُشَنِّرُ تَشْنِيرًا عَلَيْهِ: ئۇنىڭغا تۆھمەت قىلدى، بوھتان قىلدى.

شَنَّعَ يُشَنِّعُ تَشْنِيعًا: كايىدى، ئەيىبلىدى، قارغىدى، سەتلىدى.

شَنَّفَ يُشَنِّفُ تَشْنِيفًا إِلَيْهِ: ئۇنىڭغا كۆزنىڭ قۇيرۇقىدا قارىدى.

شَنَّفَ الْجَارِيَةَ: قىزغا ھالقا سېلىپ قويدى.

شِنْكٌ ج شَنَانِكُ: تەبرىكلەش مۇراسىمى.

شَنَّنَ يُشَنِّنُ تَشْنِينًا الْإِنَاءُ: قاچا كونىراپ كەتتى.

شَنَّنَ الْمَاءُ: سۇ تامچىلاپ ئاقتى.

شَنُونٌ: ئورۇق، ياداڭغۇ؛ سېمىز؛ ئاچ.

شَنِيبٌ م شَنْبَاءُ: چىشى چىرايلىق ۋە پاكىز ئادەم.

شُنَيْطَةٌ ج شُنَيْطَاتٌ: كىچىك سومكا.

شُنَيْطَةٌ: چىگىك، تۈگۈن.

شَنِيعٌ ج شُنُعٌ: قەبىھ، كۆرۈمسىز، يىرگىنچلىك؛ قورقۇنچلۇق.

«أَنْتُمْ قَوْمٌ شُنُعُ الْأَسْمَاءِ»: سىلەر نامىڭلار يامان خەلق.

«فُلَانٌ يَأْتِي أُمُورًا شَنِيعَةً»: پالانى سەت ئىشلارنى قىلدى.

شَهَا يَشْهُو شَهْوَةً الشَّيْءَ: ئەشنا بولدى؛ سېغىندى، ئارزۇ قىلدى، ياخشى كۆردى.

شِهَابٌ ج شُهُبٌ: ئاقار يۇلتۇز؛ ساليوت.

﴿أَوْ آتِيكُمْ بِشِهَابٍ قَبَسٍ لَعَلَّكُمْ تَصْطَلُونَ﴾ «قرآن»: ياكى سىلەرنىڭ ئىسسىنىشىڭلار ئۈچۈن ئوتتىن بىر چوغ ئېلىپ كېلەي.

فُلَانٌ شِهَابُ حَرْبٍ: پالانى باتۇر، قەھرىمان.

# ض

ض ‹ضَـادْ›: ئەرەب ئېلىپبەسـىـنىڭ 15 ـ ھەرپـى بولـۇپ، ئەبـجەد ھېسـابىدا «800»نـى كۆرسىتىدۇ.

ضَاءَ يَضُوءُ ضَوْءًا وَ ضِيَاءً الْقَمَرُ: ئـاي يـورۇدى، نـۇر چاچتى، پالتىرىدى.

ضَاءَلَ يُضَائِلُ مُضَاءَلَةً شَخْصَهُ: كىچىك ساندى.

ضَائِبَةٌ ج ضَوَائِبُ: ئېغىر يۈك.

ضَابِطٌ ج ضُبَّاطٌ م ضَابِطَةٌ ج ضَابِطَاتٌ: ئوفىتـسېر؛ قائىدە، نىزام؛ فورمىلا.

ضَابِطُ الْإِتِّصَالِ: ئالاقىلىشىش ئوفىتسېرى.

ضَابِطٌ بَحْرِيٌّ: كاپىتان.

ضَابِطُ شُرْطَةٍ: ساقچى باشلىقى.

بِلَا قِيَاسٍ وَلَا ضَابِطٍ: تۈزلچەمسىز، نورمالسىز.

لَا ضَـابِطَ لَهُـمْ: ئـۇلاردا تەرتـىپ يـوق، ئـۇلار تەرتىپسىز.

ضَابِطَةٌ ج ضَوَابِطُ: ساقچى.

ضَابِطَةٌ جِنَائِيَّةٌ: جىنايى ئىشلار ساقچىسى.

ضَابِطَةٌ عَدْلِيَّةٌ: قانۇن ساقچىسى.

ضَابِطَةٌ مُوَازِنَةٌ: رېگۇلياتور، تەڭشىگۈچ.

ضَابِطِيٌّ ج ضَابِطِيَّةٌ: ساقچى.

ضَابٍ (الضَّابِي): كۆل.

ضَاجَ يَضُوجُ ضَوْجًا الْوَادِي: ۋادى كەڭ بولدى.

ضَاجَ عَنْ كَذَا: ئېغىپ كەتتى.

ضَـاجَ يَـضِيجُ ضَـيْجًا وَ ضُـيُوجًا وَ ضَـيَجَانًا عَنْـهُ: ئايرىلدى، ئاجرالدى.

ضَاجَتْ عِظَامُهُ: جـۇدەپ بىـر تېـرە ـ بىـر سـۆڭەك بولۇپ قالدى.

ضَاجَّ يُضَاجُّ مُضَاجَّةً وَ ضِجَاجًا: جىدەللەشتى.

ضَاجَعَ يُضَاجِعُ مُضَاجَعَةً الْمَرْأَةَ: ئايال بىلەن ياتتى، جىما قىلىشتى.

ضَاجَعَهُ الْهَمّ: تەشۋىشكە سالدى، غەمگە پاتقۇزدى.

ضَاجِعٌ ج ضَاجِعُونَ: ھۇرۇن، ئىش خۇشياقماس.

ضَاجِعٌ ج ضَوَاجِعُ: ھۇرۇن، ياللاۋ؛ گالۋاڭ؛ ساي، ئىشقا يارىماس.

ضَاجِعَةٌ ج ضَوَاجِعُ: دەريا سۈيىنىڭ قۇيۇلىدىغان جايى، تۆۋىنلىك؛ قوي پادىسى.

ضَاحَ يَضِيحُ ضَيْحًا اللَّبَنَ: سۈتكە سۇ ئارىلاشتۇردى.

ضَاحَتِ الْبِلَادُ: يۇرت مەمۇرچىلىق بولدى.

ضَاحَكَ يُضَاحِكُ مُضَاحَكَةً: كۈلۈشـتى، كۈلۈشـمەك قىلىشتى.

تُـضَاحِكُ الْأُمّ طِفْلَهَـا وَتُدَاعِبُـهُ: ئانـىسا بالـىسىنى ئەركىلىتىپ كۈلدۈرىدۇ.

ضَاحِكٌ: كۈلگۈچى؛ قىزىقچى.

﴿فَتَبَـسَّمَ ضَـاحِكًا مِـنْ قَوْلِهَا﴾ ‹قـرآن›: سـۈلايمان چۈمۈلىنىـڭ سـۆزىدىن تەبەسـسۇم قىلىـپ كۈلدى.

خَيْرُ الضَّاحِكِيْنَ آخِرُهُمْ: ئاخىرغىچە كۈلگەن نوچى.

لَهُ رَأْيٌ ضَاحِكٌ: ئۇنىـڭ كـۆز قارىـشى روشـەن، باپىرىقى روشەن.

ضَاحِكَةٌ ج ضَوَاحِكُ: ئوتتۇرا چىش، ئۇدۇل چىش.

﴿وُجُوهٌ يَّوْمَئِذٍ مُسْفِرَةٌ ضَاحِكَةٌ مُسْتَبْشِرَةٌ﴾ ‹قرآن›: ئۇ كۈنـدە نۇرغـۇن يـۈزلەردىن نـۇر، كـۈلكە ۋە خۇشال ـ خۇراملىق يېغىپ تۇرىدۇ.

إِفْتَرَّ عَنْ ضَوَاحِكِهِ: كۈلۈمسىرىدى.

ضَاحِيَةٌ ج ضَوَاحٍ: (شـەھەر) ئەتراپـى، (شـەھەر) سىرتى.

ضَاحِيَةُ الْمَدِينَةِ: شەھەر ئەتراپى رايونى، شەھەر ئەتراپىدىكى جايلار.

يُلاَحَظُ فِي الْمُدُنِ الْكُبْرَى حَرَكَةُ اِنْتِقَالِ السُّكَّانِ مِنْ أَحْيَائِهَا الدَّاخِلِيَّةِ إِلَى ضَوَاحِيهَا: چوڭ شەھەرلەردە ئاھالىلەرنىڭ شەھەر ئىچىدىن شەھەر ئەتراپىغا يۆتكىلىش ھەرىكىتى كۆرۈلۈۋاتىدۇ.

لُغَةُ الضَّادِ: ئەرەب تىلى.

نَطَقَ بِالضَّادِ: ئەرەبچە سۆزلىدى.

أَهْلُ الضَّادِ: ئەرەب، ئەرەبلەر.

ضَادَّ يُضَادّ مُضَادَّةً: قارشىلاشتى، زىددىيەتلەشتى.

ضَادَى يُضَادِي مُضَادَاةً فُلاَنًا: قارشىلاشتى، زىتلاشتى.

ضَادٍ ج ضَوَادٍ م ضَادِيَةٌ ج ضَادِيَاتٌ: غەزىپى تاشقان.

ضَادِيٌّ: ض (ضاد) ھەرپى، ضاد قا مەنسۇپ.

اَللِّسَانَ الضَّادِيّ: ئەرەب تىلى.

ضَارَ يَضُورُ ضَوْرًا: ئىچىرقاپ كەتتى.

ضَارَهُ الْأَمْرُ: زىيان يەتكۈزدى، زىيانغا ئۇچراتتى.

ضَارَ يَضِيرُ ضَيْرًا: زىيان قىلدى، زىيانغا ئۇچراتتى، زىيان سالدى.

«كَيْفَ يَضِيرُهُمُ السِّجْنُ وَهُمْ يَقْضُونَ حَيَاتَهُمْ فِي سِجْنٍ كَبِيرٍ»: ئۇلار ھاياتىنى چوڭ تۈرمىدە ئۆتكۈزۈۋاتسا، تۈرمە ئۇلارغا قانداقمۇ زىيان يەتكۈزسۇن.

ضَارَبَ يُضَارِبُ مُضَارَبَةً: ئۇرۇشتى، سوقۇشتى، مۇشتلاشتى.

ضَارَبَ فِي الْمَالِ بِالْمَالِ: ھاپانكەشلىك قىلدى، قۇرۇق چاقماقتىن ئوت چىقاردى، شېرىكلىشىپ تىجارەت قىلدى.

ضَارَبَهُ: رىقابەتلەشتى، چەتكە قاقتى.

ضَارِبٌ: ئۇرغۇچى، زەربە بەرگۈچى، سوقۇۋاتقان؛ كۆپەيتكۈچى.

ضَارِبٌ إِلَى الْحُمْرَةِ: قىزىلغا مايىل.

لَوْنُهُ أَصْفَرُ ضَارِبٌ إِلَى الْحُمْرَةِ: رەڭگى قىزغۇچ سېرىق.

طَيْرٌ ضَارِبٌ: پەسىل قۇشى.

ضَارِبُ الرَّمْلِ: پالچى، رەمچى.

ضَارِبَةٌ بِالْحَصَى: ئۇششاق تاش بىسلەن پال باققۇچى.

ضَارَحَ يُضَارِحُ مُضَارَحَةً ـ هُ: تىللاشتى، ئېيتىشتى؛ يېقىنلاشتى.

ضَارَّ يُضَارّ مُضَارَّةً وَ ضِرَارًا: زىيان سالدى، زىيان يەتكۈزدى.

ضَارَّ إِمْرَأَتَهُ: خوتۇن ئۈستىگە خوتۇن ئالدى.

﴿لاَ تُضَارَّ وَالِدَةٌ بِوَلَدِهَا وَلاَ مَوْلُودٌ لَهُ بِوَلَدِهِ﴾ «قرآن»: ئانىنى بالىسى سەۋەبلىك زىيان تارتقۇزماسلىق. ئاتىنىمۇ بالىسى سەۋەبلىك زىيان تارتقۇزماسلىق لازىم.

ضَارٌّ: زىيان قىلغۇچى، زىيانلىق.

﴿وَلَيْسَ بِضَارِّهِمْ شَيْئًا إِلاَّ بِإِذْنِ اللهِ﴾ «قرآن»: (بۇنداق يېچىرلىشىش) ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بولمىسىلا مۆئمىنلەرگە ھېچقانداق زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.

ضَارَسَ يُضَارِسُ مُضَارَسَةً الْأُمُورَ: تەجرىبىدىن ئۆتكۈزدى.

ضَارَعَ يُضَارِعُ مُضَارَعَةً: ئوخشىدى، ئوخشاپ كەتتى.

أَدْرَكَ مِنَ الثَّرَاءِ مَا لاَ يُضَارِعُهُ أَحَدٌ مِنْ أَبْنَاءِ مَدِينَتِهِ: ھەممە شەھەرلىكلەردىن ھېچ ئادەم تەڭ كېلەلمەيدىغان بايلىققا ئېرىشتى.

ضَارِعٌ ج ضَارِعُونَ وَ ضُرُوعٌ وَ ضَرَعَةٌ: يالۋۇرغۇچى، ئىلتىجا قىلغۇچى؛ بويسۇنغۇچى.

ضَارٍ ج ضَوَارٍ م ضَارِيَةٌ ج ضَارِيَاتٌ وَ ضَوَارٍ: ياۋۇز، ۋەھشىي.

حَيَوَانٌ ضَارٍ: يىرتقۇچ ھايۋان.

تَجَلَّى النَّهَمُ فِيْ عَيْنَيْهِ كَوَحْشٍ ضَارٍ: قارنى يامان ئۇنىڭ كۆزىگە يىرتقۇچ ھايۋاندەك كۆرۈنۈپ كەتتى.

حَرْبٌ ضَارِيَةٌ: دەھشەتلىك ئۇرۇش.

ضَاعَ يَضُوعُ ضَوْعًا الْمِسْكُ: ئىپارنىڭ پۇرىقى تارقىدى.

ضَاعَ يَضِيعُ ضَيْعًا / ضِيْعًا وَ ضَيْعَةً وَ ضِيَاعًا: يوقالدى، تۈگىدى، ھالاك بولدى، زايە بولدى.

مَا ضَاعَ حَقٌّ وَرَاءَهُ مُطَالِبٌ: تەلەپ قىلغۇچىسى بار ھەق يوقالمايدۇ.

ضَاعَفَ يُضَاعِفُ مُضَاعَفَةً الشَّيْءَ: نەرسىنى ھەسسىلەپ ئاشۇردى، كۆپەيتتى.

ضَاعَتْ كُلّ الْجُهُودِ السَّابِقَةِ: ئۆتكەنكى تىرىشچانلىقلارنىڭ ھەممىسى بىكار كەتتى.

«وَاللهُ يُضَاعِفُ لِمَنْ يَشَاءُ» ‹قرآن›: ئاللاھ خالىغان بەندىسىگە ھەسسىلەپ ساۋاب بېرىدۇ.

ضَاعَفَ الْحَيْطَةَ: ئېھتىياتچانلىقنى ئاشۇردى، قوغداشنى كۈچەيتتى.

«ضَاعَفَ الْعُمَّالُ جُهُودَهُمْ حَرْصًا عَلَى زِيَادَةِ الْإِنْتَاجِ الْوَطَنِي»: ئىشچىلار مىللىي دارامەتنى ئاشۇرۇش ئۈچۈن ھەسسىلەپ تىرىشچانلىق كۆرسەتتى.

ضَاعَفَ مِنْ سُرْعَةِ سَيَّارَتِهِ: ماشىنىسىنى يەنىمۇ تېزلەتتى.

ضَاغَطَ يُضَاغِطُ مُضَاغَطَةً: قىستى، چەتكە قاقتى، يەكلىدى، سىقىپ چىقاردى.

ضَاغِطَةٌ ج ضَوَاغِطُ: سىقىش ماشىنىسى؛ پرېسلاش ماشىنىسى.

ضَاغَنَ يُضَاغِنُ مُضَاغَنَةً: دۈشمەنلەشتى، ئاداۋەتلەشتى.

ضَاغِنٌ: ئاداۋەت ساقلىغۇچى.

فَرَسٌ ضَاغِنٌ: قاشالىق ئات.

ضَاغُوطٌ: قارا بېسىش، يامان چۈش كۆرۈش.

ضَاغِيَةٌ ج ضَوَاغٍ: ۋايسىغۇچى، دادلىغۇچى.

ضَافَ يَضُوفُ ضَوْفًا إِلَيْهِ: يېقىنلاشتى، كېلىشتى.

ضَافَ عَنْهُ: ئۇنىڭدىن ئايرىلدى.

ضَافَ يَضِيفُ ضَيْفًا وَ ضِيَافَةً: مېھمان بولدى.

ضَافَ يَضُوفُ ضَوْفًا عَنْهُ: ئايرىلدى، قىيسايدى.

ضَافَرَ يُضَافِرُ مُضَافَرَةً عَلَى الْأَمْرِ: ياردەملەشتى، ھەمكارلاشتى.

ضَافِطٌ: قىسقا يوللۇق يولۇچى.

ضَافِطَةٌ ج ضَوَافِطُ: يۈك تۆگىسى.

ضَافَنَ يُضَافِنُ مُضَافَنَةً عَلَى الْأَمْرِ: ياردەملەشتى، قوللىدى.

ضَافٍ: تولۇق، تولغان، ئارتۇق.

مَقَالٌ ضَافٍ: كونكرېت، تەپسىلىي سۆز.

ثَوْبٌ ضَافٍ: ئۇزۇن كىيىم، ساڭگىلاپ تۇرغان كىيىم.

ضَاقَ يَضِيقُ ضَيْقًا الشَّيْءُ: نەرسە تارايدى، كىرىشتى.

ضَاقَ صَبْرًا: ئۆزىنى تۇتالمىدى، ئىچى تىت — تىت بولدى.

ضَاقَ صَدْرُهُ: يۈرىكى سىقىلدى، تىت-تىت بولدى.

﴿وَلَمَّا جَاءَتْ رُسُلُنَا لُوطًا سِيءَ بِهِمْ وَ ضَاقَ بِهِمْ ذَرْعًا﴾ ‹قرآن›: بىزنىڭ ئەلچىلىرىمىز لۇتنىڭ يېنىغا كەلگەن چاغدا (لۇت ئۆز قوۋمىنىڭ ئۇلارغا چېقىلىپ قويۇشىدىن قورقۇپ) قىيىن ئەھۋالدا قالدى ۋە ئۇلار توغرىسىدا يۈرىكى سىقىلدى.

ضَاقَتِ السُّبُلُ: يول تارايدى، تۇيۇق يولغا كىرىپ قالدى، قىيىن ئەھۋالدا قالدى.

ضَاقَتِ الدُّنْيَا فِي وَجْهِهِ: جاھان ئۇنىڭغا تار كەلدى.

ضَاقَتْ أَخْلَاقُهُ: ئاچچىقى كەلدى، قېنى قىزىدى.

«ضَاقَ بِيَ الْحَالُ فَهَاجَرْتُ إِلَى الْبِلَادِ أَعْمَلُ طَبِيبَ أَسْنَانٍ»: قىسىلغانلىقىمدىن باشقا يۇرتلارغا كۆچۈپ بېرىپ چىش دوختۇرلۇقى قىلىۋاتىمەن.

ضَاقَتْ بِهِ الْحَيَاةُ: چىقىش يولى تاپالمىدى.

«كُلُّ وِعَاءٍ يَضِيقُ بِمَا جُعِلَ فِيهِ إِلَّا وِعَاءُ الْعِلْمِ فَإِنَّهُ يَتَّسِعُ»: ھەرقانداق قاچا قاچىلىغانسېرى تارىيىدۇ، پەقەت ئىلىمنىڭ قاچىسى قاچىلىغانسېرى كېڭىيىدۇ.

ضَالِعٌ ج ضَالِعُونَ: ياردەملەشكۈچى، ئورتاقلاشقۇچى.

ضَالِعٌ مَعَهُ فِي هَذِهِ الْجَرِيمَةِ: بۇ جىنايەتتە ئۇ، ئۇنىڭ شېرىكى.

ضَالِعٌ ج ضَوَالِعُ: ئەگرى، قىڭغىر.

ضَالٌّ ج ضُلَّالٌ وَ ضَالُّونَ: گۇمراھ، ئازغۇن، ئېزىپ كەتكەن، خاتالاشقۇچى.

ضَالٌّ عَنِ الدِّينِ: دىندىن چەتنىگۈچى.

«وَوَجَدَكَ ضَالًّا فَهَدَى» «قرآن»: پەرۋەردىگارىڭ سېنى قايمۇققان بىلىپ ھىدايەت بەرمىدىمۇ؟

ضَالَّةٌ ج ضَوَالُّ: يىتىپ كەتكەن نەرسە، ئۈمىد قىلىنغان نىشان، غايە.

ضَالَّتُهُ الْمَنْشُودَةُ: ئۇنىڭ قىممەتلىك غايىسى.

اَلْكِلَابُ الضَّالَّةُ: لالما ئىت.

اَلْحِكْمَةُ ضَالَّةُ الْمُؤْمِنِ: ھېكمەت مۆئمىن ئادەمنىڭ ئېرىشمەكچى بولغان غايىسى.

ضَامَ يَضِيمُ ضَيْمًا: ئەزدى، زۇلۇم قىلدى، ئازابلىدى، خارلىدى.

ضَامَةٌ: ھاجەت، لازىمەتلىك نەرسە.

ضَامِدٌ: زۆرۈر، لازىم.

ضَامِرٌ ج ضُمَّرٌ وَ ضَوَامِرُ: ئورۇق، ياداڭغۇ، ئاۋاق.

«وَأَذِّنْ فِي النَّاسِ بِالْحَجِّ يَأْتُوكَ رِجَالًا وَعَلَى كُلِّ ضَامِرٍ» «قرآن»: كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا (ئۇلارنى) ھەجگە چاقىرىپ نىدا قىلغىن، ئۇلار پىيادە ۋە ئورۇق تۆگىلەرگە مىنىپ كېلىدۇ.

ضَامَّ يُضَامُّ مُضَامَّةً: قوشتى، بىرلەشتۈردى.

ضَامِنٌ ج ضَامِنُونَ وَ ضُمَّانٌ وَ ضَمَنَةٌ: كېپىل، مەسئۇل، جاۋابكار؛ خىزمەتچى.

ضَائِنٌ وَ ضَائِنَةٌ ج ضَوَائِنُ: كۆپ بالا ـ چاقىلىق.

ضَانَى يُضَانِي مُضَانَاةً الْمَرَضَ: ئاغرىقنىڭ دەردىنى تارتتى.

ضَانِيٌ: قوي گۆشى.

ضَاهَأَ يُضَاهِأُ مُضَاهَأَةً ـ هُ: ئۇنىڭغا ئوخشاپ قالدى.

«يُضَاهِئُونَ قَوْلَ الَّذِينَ كَفَرُوا مِنْ قَبْلُ» «قرآن»: (ئۇلارنىڭ سۆزلىرى) ئىلگىرىكى كاپىرلارنىڭ (يەنى مۇشرىكلارنىڭ: «پەرىشتىلەر ئاللاھنىڭ قىزلىرىدۇر»، دېگەن) سۆزلىرىگە ئوخشايدۇ.

ضَاهَبَ يُضَاهِبُ مُضَاهَبَةً فُلَانًا: پالاننى سەتلىدى.

ضَاهِرٌ ج ضَوَاهِرُ: چوققا، تاغ چوققىسى.

ضَاهِلَةٌ ج ضَوَاهِلُ مِنَ الْعُيُونِ: ئاز سۇ، سۈيى ئاز قۇدۇق.

ضَاهَى يُضَاهِي مُضَاهَاةً الشَّيْءَ بِغَيْرِهِ: ئوخشاتتى، بىر نەرسىنى باشقىسىغا ئوخشاتتى.

ضَاوِيٌّ: نازۇك، زىلۋا، ئىنچىكە.

ضَايَقَ يُضَايِقُ مُضَايَقَةً: قىستاشتى، دەخلى قىلىشتى؛ ھارغۇزۇۋەتتى، چارچىتىۋەتتى.

«مِنْ طَبِيعَةِ الْحُكْمِ الْاِسْتِبْدَادِيِّ أَنْ يُضَايِقَ النَّاسَ»: كىشىلەرنى سىقىش ئىستىبدات ھاكىمىيەتنىڭ تەبىئىتىدۇر.

ضَاءٍ م ضَائِيَةٌ: ۋىجىك، ياداڭغۇ.

ضَائِرٌ: زىيانلىق، زىيانداش.

ضَائِعٌ ج ضُيَّعٌ و ضِيَاعٌ: يوقاپ كەتكەن يىتىپ كەتكەن، زايە بولغان.

ضَائِعُ الرَّشْدِ: سېزىمنى يوقاتقان.

ضَائِفٌ: زىيارەت بەرگۈچى، ساھىبخان.

ضَائِقٌ ج ضَاقَةٌ: تار.

«فَلَعَلَّكَ تَارِكٌ بَعْضَ مَا يُوحَى إِلَيْكَ وَضَائِقٌ بِهِ صَدْرُكَ» «قرآن»: ساڭا نازىل قىلىنغان ۋەھىينىڭ بىر قىسمىنى يەتكۈزگۈڭ كەلمەيدىغاندۇ، يەتكۈزۈشتىن يۈرىكىڭ سىقىلىغاندۇ.

ضَائِقَةٌ ج ضَوَائِقُ: قىيىنچىلىق، يوقسۇللۇق، ئوكۇشسىزلىق.

ضَائِقَةٌ مَالِيَّةٌ: ئىقتىسادىي قىيىنچىلىق، ئىقتىسادىي كرىزىس.

ضَائِنٌ: ئاجىز، ئورۇق، زەئىپ.

رَجُلٌ ضَائِنٌ: ئورۇق ئادەم.

ضَائِنٌ ج ضَأْنٌ وَ ضَأَنٌ وَ ضَئِينٌ: قوچقار، ئەركەك قوي.

ضَائِنَةٌ ضَوَائِنُ: ساغلىق قوي.

ضَآلَةٌ: جۇۋەكلىك، ۋىجىكلىك، ئاجىزلىق، ئورۇقلۇق، زەئىپلىك؛ ئازلىق، كەملىك.

«قَدْ تَجِدُ فِي هَذَا الْمَبْلَغِ عَلَى ضَآلَتِهِ مَايَكْفِيكَ بِضْعَةَ أَيَّامٍ»: بۇ مەبلەغنىڭ ئاز بولۇشىغا قارىماي ساڭا بىرقانچە كۈن يېتىدىغانلىقىنى بىلىسەن.

ضُؤَاكٌ: زۇكام.

ضَنَدَ يَضْنَدُ ضَنْدًا فُلَانًا: پالاننى يەڭدى.

ضَئِدَ يَضْئَدُ ضَأَدًا: نەپسى سىقىلدى، بوغۇلدى، غەم قىلدى.

ضُؤْدٌ: زۇكام.

ضَأَزَ يَضْأَزُ ضَأْزًا: بوزەك قىلدى، خارلىدى.

ضَأَزَهُ حَقَّهُ: ئۇنىڭ ھەققىنى بەرمىدى.

ضُؤْزَي: تارتىۋېلىنغان ئۈلۈش.

ضَأْضَأَ يُضَأْضِئُ ضَأْضَأَةً وَ ضَأْضَاءً: چۇقان سالدى.

ضَأْضَاءٌ: چۇقان-سۈرەن.

ضِئْضِيءٌ: ئەسلى، كېلىپ چىقىشى.

ضُؤْلَانٌ: يۈك، بويا.

هُوَ عَلَيْهِ ضُؤْلَانٌ: ئۇ ئۇنىڭغا يۈك بولۇپ قالدى.

ضُؤُلَةٌ: ئاجىزلىق، ئورۇقلۇق، زەئىپ.

ضَأْنٌ: قوي.

لَحْمُ ضَأْنٍ: قوي گۆشى.

«ثَمَانِيَةَ أَزْوَاجٍ مِنَ الضَّأْنِ اثْنَيْنِ وَمِنَ الْمَعْزِ اثْنَيْنِ» «قرآن»: (ئاللاھ سىلەرگە يېيىش ھالال قىلىنغان) سەككىز خىل چاھارپاينى ياراتتى. قويدىن ئىككى (قوچقار ۋە ساغلىق) ئۆچكىدىن ئىككى (تېكە ۋە ئۇرغاچى).

جُدَرِيُّ الضَّأْنِ: قوي چېچەكى.

ضَأْنِيٌّ: قوي گۆشى.

ضَئُلَ يَضْؤُلُ ضَآلَةً وَ ضُئُولَةً: يادىلىپ كەتتى، ئورۇقلاپ كەتتى؛ كېمىيىپ كەتتى؛ قىسقىراپ كەتتى.

ضَئُلَ الرَّجُلُ: كىشى ئاجىزلاپ كەتتى.

ضُئُولَةٌ: ۋىجىك، جۇۋەك، ئاجىز، ئورۇق، زەئىپ، ئاز، كەم.

ضَأَيَ يَضْأَيُ ضَأْيًا الرَّجُلُ: كىشى ئورۇقلاپ كەتتى، يادىلىپ كەتتى.

ضَأَيَ الْعُودَ: ياغاچنى ئاقلىدى.

ضَئِيلٌ ج ضُؤَلَاءُ وَ ضِئَالٌ وَ ضَئِيلَةٌ ج ضَئِيلَاتٌ وَ ضِئَالٌ: ئاجىز، ئورۇق، زەئىپ؛ ئىنچىكە؛ كىچىك.

مَبْلَغٌ ضَئِيلٌ: ئاز مەبلەغ.

رَجُلٌ ضَئِيلٌ: ۋىجىك ئادەم.

صَوْتٌ ضَئِيلٌ: ئاجىز ئاۋاز.

ضَبَا يَضْبُو ضَبْوًا وَ ضُبُوًّا إِلَيْهِ: ئىلتىجا قىلدى، سېغىندى.

ضَبَابٌ: تۇمان، تۇتەك.

«كَثِيرًا مَا تَتَعَطَّلُ حَرَكَةُ الطَّيَرَانِ بِسَبَبِ كَثَافَةِ
الضَّبَابِ»: تولا ۋاقىتلاردا تۇماننىڭ قويۇقلۇقى
سەۋەبىدىن ئايروپىلان ئۇچالمايدۇ.
ضَبَابَةٌ ج ضَبَابٌ: تۇمان، تۇتەك.
ضَبَابِيٌّ: تۇمانلىق.
أُسْلُوبٌ ضَبَابِيٌّ: تۇتۇق، مۇجمەل.
ضَبَارَةٌ ج ضَبَارَاتٌ وَ ضَبَائِرُ: ئادەملەر توپى.
ضُبَارَةٌ / ضِبَارَةٌ ج ضَبَائِرُ: باغ، باغلام.
ضَبَأَ يَضْبَأُ ضَبْأً وَ ضُبُوأً بِالْأَرْضِ: يەرگە چاپلىشىپ
ياتتى، دۈم يېتىۋالدى.
ضَبَأَ الصَّائِدُ: ئوۋچى ئۆزىنى چەنلەپ مۆكۈنۈۋالدى.
ضَبَأَ مِنْهُ: ئۇنىڭدىن ھايا قىلدى، ئۇيالدى، ئىزا
تارتتى، خىجىل بولدى.
ضَبَأَ إِلَيْهِ: ئۇنىڭغا ئىلتىجا قىلدى،
يوشۇرۇنۇۋالدى.
ضَبَأَ عَلَيْهِ: تۇيۇقسىز يۈز بەردى.
ضَبَّ يَضُبُّ ضَبًّا وَ ضُبُوبًا الْمَاءُ: سۇ سىرغىپ ئاقتى.
ضَبَّ الدَّمُ: قان ئاز ئاقتى.
ضَبَّ الْعَرَقُ: تەر ئاقتى.
ضَبَّ الْبَابَ: ئىشىككە لوك بېكىتتى، تاقاق
بېكىتتى، ئىشىكنى تاقىدى.
ضَبَّ بِالشَّيْءِ وَ عَلَيْهِ: جىددىي تەلەپ قىلدى.
ضَبَّ عَلَى مَا فِيْ نَفْسِهِ: يوشۇردى، مەخپىي تۇتتى.
ضَبٌّ ج ضِبَابٌ وَ أَضُبٌّ وَ ضَبَّةٌ وَ مَضَبَّةٌ: تىمساھ،
كەسلەنچۈك؛ كروكودىل.
أَعْقَدُ مِنْ ذَنَبِ الضَّبِّ: كەسلەنچۈكنىڭ
قۇيرۇقىدىنمۇ چىگىش.
اَلضَّبَّاحُ: تۈلكىنىڭ ئاۋازى.
ضَبَّبَ يُضَبِّبُ تَضْبِيبًا الْبَابَ: ئىشىكنى تاقىدى،
ئىشىككە تاقاق سالدى.
ضَبَّبَ الشَّيْءَ: چىڭ تۇتتى.
ضَبَّةٌ ج ضِبَابٌ: تاقاق، دەم، ئىلغۇچ؛ چىشى
تىمساھ.
ضَبَّةُ الْبَابِ: تاقاق، دەم، ئىلغۇچ.
ضَبَّةُ الْفَمِ: تاڭلاي.
أَبُو ضَبَّةٍ: ئورمان كەكلىكى.
ضَبَحَ يَضْبَحُ ضَبْحًا: ھاسىرىدى.
ضَبَحَتِ الْخَيْلُ: ئات يۈگۈرۈپ ھاسىراپ كەتتى.
ضَبَحَتِ الشَّمْسُ الشَّيْءَ: ئاپتاپ نەرسىنى
قارىدىتىۋەتتى.
ضَبْحٌ: ھاسىرىماق.
«وَالْعَادِيَاتِ ضَبْحًا» «قرآن»: (غازىلارنىڭ دۈشمەنگە
ھۇجۇم قىلىشىدا) ھاسىراپ يۈگۈرگۈچى...
ئاتلار بىلەن قەسەمكى.
ضَبَرَ يَضْبُرُ ضَبْرًا: توپلام قىلدى، تۈپلىدى.
ضَبَرَ الْكِتَابَ: كىتابنى توپلام قىلدى.
ضَبَطَ يَضْبِطُ ضَبْطًا وَ ضَبَاطَةً: چىڭ تۇتتى؛ قولغا
ئالدى؛ پۇختىلىدى، مۇستەھكەملىدى؛
تەكشىدى، رەتكە سالدى؛ چەكلىدى،
تىزگىنلىدى؛ باش ئەگدۈردى.
ضَبَطَ الْكِتَابَ: كىتابقا تۈزىتىش كىرگۈزدى،
ئوڭشىدى.
ضَبَطَ نَفْسَهُ: ئۆزىنى تۇتۇۋالدى، ئۆزىنى
بېسىۋالدى.
ضَبَطَ الشَّيْءَ: تۇتۇپ قالدى، قاماپ قويدى.
«يَتَحَلَّى الصَّبُورُ بِقُدْرَتِهِ عَلَى التَّحَمّلِ وَ ضَبْطِ النَّفْسِ»:
چىدامليق ئادەم ئۆزىنىڭ چىدامليقى ۋە
ئۆزىنى تۇتۇۋېلىشى بىلەن سۈپەتلىنىدۇ.
ضَبَطَ لِسَانَهُ: تىلىنى يىغدى.
ضَبَطَ أَعْصَابَهُ: نېرۋىسىنى بېسىۋالدى.
ضَبَطَ الْبِلَادَ: دۆلەتنى ئوبدان ئىدارە قىلدى.
«ضَبَطَهُ فِي حَالَةِ تَلَبُّسٍ»: ئۇنى گۇمانلىق دەپ
قولغا ئالدى.
«عَلَى الْمَرْءِ أَنْ يَضْبَطَ الْمَسَافَةَ قَبْلَ أَنْ يَلْتَقِطَ

الصُّورَةَ»: رەسىم تارتقاندا ئارىلىقنى توغرىلىۋېلىش كېرەك.

ضَبَطَ الْمَالَ: مالنى مۇسادىرە قىلدى.

ضَبْطٌ: تۇتۇۋالماق؛ مۇسادىرە قىلماق؛ تۈزەتمەك؛ توغرا؛ پۇختىلىماق؛ قولغا ئالماق، قامىماق، چۈشەپ قويماق، كونترول قىلماق.

ضَبْطُ النَّفْسِ: ئۆزىنى تۇتۇۋالماق.

اَلضَّبْطُ الْعَسْكَرِيّ: ھەربىي ئىنتىزام.

بِالضَّبْطِ: دەل.

ضَبْطُ الْوَقَائِعِ: سوراق قىلماق، تىرگاۋ قىلماق.

قَوَانِيْنُ الضَّبْطِ: ئىجتىمائىي تەرتىپ قانۇنى.

رِجَالُ الضَّبْطِ: ساقچىلار.

ضَبْطُ الشَّهْوَةِ: ھاۋايى-ھەۋەسنى بېسىۋالماق.

ضَبْطُ النَّسْلِ: تۇغۇت چەكلەش.

اَلضَّبْطُ وَالرَّبْطُ: ئىنتىزام ۋە تەرتىپ.

ضَبُعٌ ج ضِبَاعٌ: سىرتلان.

ضَبْعٌ ج أَضْبَاعٌ: بىلەك؛ قولتۇق.

ضِبْعَانٌ ج ضَبَاعِيْنُ: ئەركەك سىرتلان.

ضَبَنَ يَضْبُنُ ضَبْنًا عَنْهُ الْهَدِيَّةَ: سوۋغىنى بەرمىدى.

ضَبَنَهُ بِالسَّيْفِ: قىلىچ قولتۇقنى كېسىۋەتتى.

ضَبِنَ يَضْبَنُ ضَبَنًا: ئاستا خاراكتېرلىك كېسەل بولدى.

ضَبِنَ الْمَكَانُ: جاي تارلىشىپ كەتتى.

ضِبْنٌ: بىقىن.

ضَبْوَةٌ: تاماكا خالتىسى.

ضَبِيْرٌ: كۈچلۈك، قاتتىق.

ضَجَّ يَضِجُّ ضَجًّا وَ ضَجِيْجًا وَ ضَجَاجًا: ۋاراڭ-چۇرۇڭ قىلدى، شاۋقۇن-سۈرەن كۆتۈردى.

ضَجَّ بِالضَّحْكِ: قاقاقلاپ كۈلدى.

ضَجُّوا بِالشَّكْوَى: دادلاپ تووۇلاشتى.

ضَجَّتِ الْقَاعَةُ بِالتَّصْفِيْقِ: زال گۈلدۈراس ئالقىش بىلەن ياڭراپ كەتتى.

ضَجَاجٌ: داۋراڭ سالغۇچى، شاۋقۇن-سۈرەن كۆتەرگۈچى.

ضَجَّةٌ ج ضَجَّاجَةٌ: شاۋقۇن-سۈرەن، چۇقان، ئاللا-توۋا.

«كَانَ قَرَارُ التَّأْمِيْمِ خُطْوَةً جَرِيْئَةً وَقَدْ أَحْدَثَ ضَجَّةً فِي الْأَوْسَاطِ الْمَحَلِّيَّةِ وَالْعَالَمِيَّةِ»: سوۋېتىش قانلىنىڭ ئۆتكۈزۈۋېلىش قارارى جۈرئەتلىك بولدى ۋە يەرلىكتە، خەلقئارادا چۇقان پەيدا قىلدى.

ضَجَّةٌ كَلَامِيَّةٌ: تۈرۈش تەھدىتى سېلىپ داۋراڭ كۆتۈرمەك.

ضَجِرَ يَضْجَرُ ضَجَرًا مِنْهُ: بىئارام بولدى، ئەنسىرىدى، زېرىكتى.

ضَجْرٌ: يۈرىكى سىقىلماق، تىت-تىت بولماق.

«اَلْخُطَبُ الطَّوِيْلَةُ تَبْعَثُ الضَّجَرَ فِي نُفُوسِ الْمُسْتَمِعِيْنَ»: ئۇزۇن نۇتۇقلار ئاڭلىغۇچىلارنى زېرىكتۈرۈپ قويىدۇ.

ضَجَرٌ: خاتىرجەمسىزلىك، بىئاراملىق، زېرىكىش.

«هَا هِيَ ذِي تَتَثَاءَبُ مَرَّةً أُخْرَى مِنَ الضَّجْرِ لاَ مِنَ التَّعَبِ»: ئەنە ئۇ ئايال ھارغىنلىقتىن ئەمەس، زېرىكىشتىن ئىككىنچى قېتىم ئەسنەۋاتىدۇ.

ضَجِرٌ: بىئارام بولغۇچى، ئەنسىرىگۈچى، زېرىككۈچى، ئىچى پۇشقۇچى، چىچىلغۇچى، ئەنسىز.

ضَجَعَ يَضْجَعُ ضَجْعًا وَ ضُجُوعًا: يېنىچە ياتتى؛ ئۇخلىدى.

ضَجْعَةٌ: مۈگدىمەك؛ چۈشلۈك ئۇيقۇ.

«إِنَّ هَذِهِ ضَجْعَةٌ يُبْغِضُهَا اللهُ» حديث: بۇ ئاللاھ يامان كۆرىدىغان يېتىش.

ضُجْعَةٌ: ھورۇن؛ ئاجىز.

ضَجْعِيٌّ. ضَجْعِيَّةٌ: ھورۇن، يالقاۋ؛ دائىم ئۇخلايدىغان، دائىم يېنىچە ياتىدىغان.

ضَجُوجٌ: داۋراڭ سالغۇچى، شاۋقۇن-سۈرەن كۆتۈرگۈچى.

ضَجُورٌ ج ضُجُرٌ: زېرىككەك.

ضُجُوعٌ: يېنىچە ياتماق، ئۇخلىماق.

ضَجِيجٌ: ۋاراڭ-چۇرۇڭ، شاۋقۇن-سۈرەن.

ضَجِيعٌ: بىللە ياتقۇچى، ھەمتۆشەك.

«بِئْسَ الضَّجِيعُ الْجُوعُ»: ئاچلىقتىن ئىبارەت ھەمتۆشەك نېمىدېگەن يامان!

ضَحَا يَضْحُو ضَحْوًا وَ ضُحُوًّا: ئاشكارا بولدى، ئوچۇق بولدى، روشەن بولدى؛ ئاپتاپقا چىقتى.

ضَحَا الشَّيْءُ: ئاپتاپ چاقتى، كۈن تەگدى.

ضَحَا ظِلُّهُ: ئۆلدى.

ضَحَاءٌ: قىيام ۋاقتى، چۈشتىن بۇرۇنقى ۋاقىت.

ضِحٌّ: قۇياش، قۇياش نۇرى، ئاپتاپ تېگىشلىك جاي.

ضَحَّاكٌ ج ضَحَّاكُونَ: كۈلگەنچەك، قىزىقچى، خۇشچاقچاق ئادەم.

غَازٌ ضَحَّاكٌ: كۈلدۈرگۈچى گاز (نىتروۋن توت ئوكسىدى).

ضَحَّكَ يُضَحِّكُ تَضْحِيكًا: كۈلدۈردى.

«شَاعَتِ الْبَرَامِجُ التِّلْفِزِيُونِيَّةُ الَّتِي تُضَحِّكُ النَّاسَ»: كۈلدۈرگە تېلېۋىزىيە پروگراممىلىرى ئومۇملاشتى.

ضَحَّى يُضَحِّي تَضْحِيَةً بِمَالِهِ: ياردەملەشتى، ئىئانە قىلدى.

ضَحَّى بِالشَّاةِ: قوينى چاشگاھ ۋاقتىدا بوغۇزلىدى.

ضَحَّى بِنَفْسِهِ: پىداكارلىق كۆرسەتتى، قۇربان بەردى.

ضَحَّى بِالنَّفْسِ وَالنَّفِيسِ: ئۆزىنى ۋە مال-مۈلكىنى قۇربان قىلدى.

ضَحَّى بِحَيَاتِهِ مِنْ أَجْلِ قَضِيَّةٍ عَادِلَةٍ: ھەققانىيەت ئۈچۈن ھاياتىنى بېغىشلىدى.

«يُضَحِّي الْفِدَائِيُّ بِنَفْسِهِ ذَوْدًا عَنْ حُقُوقِ شَعْبِهِ»: پىدائىي خەلقىنىڭ ھوقۇقىنى قوغداش يۈزىسىدىن ئۆزىنى قۇربان قىلىدۇ.

ضَحْضَاحٌ: تېيىز، يۈزە.

مَاءٌ ضَحْضَاحٌ: ئاز سۇ، تېيىز.

ضَحْضَحَ يُضَحْضِحُ ضَحْضَحَةً السَّرَابُ: ئېزىتقۇ پالتىرىدى، جىلۋىلەندى، جىمىرلاپ كۆرۈندى.

ضَحْضَحَ الْأَمْرُ: ئىش ئايدىڭلاشتى، روشەنلەشتى.

ضَحِكَ يَضْحَكُ ضِحْكًا وَ ضَحِكًا وَ ضِحَاكًا: كۈلدى.

ضَحِكَ مِلْءَ قَلْبِهِ: قانغۇچە كۈلدى، يۈرەكتىن چىققۇچە كۈلدى.

«فَلْيَضْحَكُوا قَلِيلاً وَلْيَبْكُوا كَثِيرًا» «قرآن»: ئۇلار ... ئاز كۈلسۇن، كۆپ يىغلىسۇن.

ضَحِكَ مِلْءَ شِدْقَيْهِ: قاقاقلاپ كۈلدى.

ضَحِكَ فِيهِ: مەسخىرە قىلىپ كۈلدى.

ضَحِكَ ضِحْكَةَ السَّاخِرِ: مەسخىرىلىك كۈلدى.

شَرُّ الْبَلِيَّةِ مَايُضْحِكُ: ئورۇنسىز ۋە ۋاقىتسىز كەلگەن بالايىئاپەت، كۆڭۈلسىزلىك كىشىنى ئەجەبلەندۈرۈپ كۈلدۈرىدۇ.

ضَحِكَ فِي عُبِّهِ: ئىچىدە كۈلدى، زاڭلىق قىلىپ كۈلدى.

ضَحِكَ السَّحَابُ: ھاۋا ئېچىلدى.

ضَحِكَ عَلَى ذَقْنِهِ: ئالدىدى.

ضَحِكَتِ الْأَرْضُ: زېمىن يېشىللىقا پۈركەندى.

«كَيْفَ يَضْحَكُونَ عَلَيْكَ وَيَأْخُذُونَ مَالَكَ؟»: ئۇلار سېنىڭ ئېشىكنى يەپ قازنىڭنى چاقامدىكەن؟

ضِحْكٌ / ضَحْكٌ: كۈلكە.

يُثِيرُ الضِّحْكَ: كۈلكىسىنى كەلتۈرىدۇ.

«كَانَ الضِّحْكُ عِنْدَهُ وَسِيلَةً لِلْإِعْرَابِ عَنْ قَلَقِهِ وَيَأْسِهِ»: ئۇنىڭچە كۈلكە خاتىرجەمسىزلىك ۋە

ئۇمىدسىزلىكنى ئىپادىلەشنىڭ ۋاستىسى بولۇپ قالدى.

أَثَارَ الْمُمَثِّلُ ضِحْكَ الْجُمْهُورِ: ئارتىس ئامىمنى كۈلدۈرۈۋەتتى.

ضَحْكَةٌ ج ضَحْكَاتٌ: بىر قېتىملىق كۈلكە.

ضَحْكَةٌ صَفْرَاوِيَّةٌ: ئاچچىق كۈلكە، سوغۇق كۈلكە.

ضَحِكَ ضَحْكَةً عَالِيَةً: قاقاقلاپ كۈلدى.

ضُحْكَةٌ: كۈلكىلىك گەپ، كۈلدۈرگە.

صَارَ ضُحْكَةً لِلنَّاسِ: كىشىلەرگە كۈلكە بولۇپ بەردى.

ضِحْكَةٌ ج ضِحْكَاتٌ: كۈلۈش شەكلى.

ضَحِكَ ضِحْكَةَ السَّاخِرِ: مەسخىرىلىك كۈلدى.

ضَحَلَ يَضْحَلُ ضَحْلاً الْغَدِيرُ: كۆلنىڭ سۈيى ئاز قالدى.

ضَحْلٌ ج ضِحَالٌ وَ ضُحُولٌ: تېيىز سۇ.

ضَحْلُ التَّفْكِيرِ: يۈزە پىكىرلىك.

ضَحْوٌ. ضَحْوَةٌ ج ضَحَوَاتٌ: قىيام ۋاقتى، چۈشتىن بۇرۇنقى ۋاقىت.

ضَحُوكٌ: كۈلگۈنچەك، قىزىقچى.

وَجْهٌ ضَحُوكٌ: خۇش چىراي، كۈلكە چىراي.

ضَحِيَ يَضْحَى ضَحًا وَ ضَحَاءً وَ ضُحِيًّا: ئاپتاپ چاقتى.

«وَأَنَّكَ لاَ تَظْمَأُ فِيهَا وَلاَ تَضْحَى» «قرآن»: ھەمدە ئۇنىڭدا ھەققەتەن ئۇسساپ كەتمەيسەن، ئىسسىپ كەتمەيسەن.

ضُحًى: چاشگاھ ۋاقتى.

بَيْنَ عَشِيَّةٍ وَ ضُحَاهَا: قىسقا ۋاقىت ئىچىدە، كۆزنى يۇمۇپ-ئاچقۇچە، تۇشتۇمتۇت.

«لَمْ يَكُنْ ذَا مَالٍ وَ إِذَا بِهِ بَيْنَ عَشِيَّةٍ وَ ضُحَاهَا صَاحِبُ ثَرْوَةٍ وَجَاهٍ»: ئۇنىڭ ھېچنېمىسى يوق ئىدى، قىسقا ۋاقىت ئىچىدىلا باي ۋە ئابرۇيلۇق بولۇپ قالدى.

«قَالَ مَوْعِدُكُمْ يَوْمُ الزِّينَةِ وَ أَنْ يُحْشَرَ النَّاسُ ضُحًى» «قرآن»: مۇسا ئېيتتى: «سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان چاغ بايرام كۈنى بولۇپ، كىشىلەر چاشگاھ ۋاقتىدا يىغىلسۇن.

ضَحِيَّةٌ ج ضَحَايَا: قۇربانلىق، قۇربانلىق قىلىنىدىغان نەرسە.

ذَهَبَ ضَحِيَّةً: ئۇ قۇربان بولدى.

لِكُلِّ حَرْبٍ ضَحَايَاهَا الْبَرِيئَةُ: ھەربىر ئۇرۇشنىڭ گۇناھسىز قۇربانلىرى بولىدۇ.

ضَخَامَةٌ: جوغى چوڭ، غايەت زور.

ضَخَّ يَضَخُّ ضَخًّا الْمَاءَ: سۇ قويۇلدى، ئاقتى.

ضَخَّ الْمَاءَ: سۇنى قۇيدى، تۆكتى.

«تَقُومُ شِرْكَةُ النِّفْطِ بِإِسْتِخْرَاجِ النِّفْطِ وَ ضَخِّهِ فِي أَنَابِيبَ خَاصَّةٍ»: نېفىت شىركىتى نېفىت چىقىرىش ۋە ئۇنى مەخسۇس تۇرۇبىلاردا ئاققۇزۇش بىلەن شۇغۇللانماقتا.

ضَخَّمَ يُضَخِّمُ تَضْخِيمًا: چوڭايتتى، يوغىناتتى.

ضَخَّمَ الصَّوْتَ: ئاۋازنى چوڭايتتى.

ضَخَزَ يَضْخَزُ ضَخْزًا عَيْنَهُ: كۆزىنى ئويۇۋەتتى.

ضَخُمَ يَضْخُمُ ضَخَامَةً وَ ضِخَمًا: چوڭ بولدى، توم بولدى.

ضَخْمٌ ج ضِخَامٌ م ضَخْمَةٌ ج ضَخَمَاتٌ: چوڭ، زور، يوغان، كاتتا.

ضَخْمُ الْجِسْمِ: قامەتلىك، گەۋدىلىك، ئۇستىخانلىق.

ضَخْمُ الْعِيَارِ: چوڭ ئېغىرلىق، چوڭ كالىبىرلىق.

اَلْمَدَافِعُ الضَّخْمَةُ: ئېغىر زەمبىرەك، ئېغىر توپ.

«إِنَّهُ تَنْظِيمٌ ضَخْمٌ»: ئۇ شۇبھىسىزكى، چوڭ ئورۇنلاشتۇرۇش.

طَرِيقٌ ضَخْمٌ: كەڭ يول.

يُشَكِّلُ عِبْئًا ضَخْمًا: ئېغىر يۈك بولۇپ قالدى.

«هَذِهِ مُؤَسَّسَاتٌ ضَخْمَةٌ تَابِعَةٌ لِلدَّوْلَةِ»: بۇ زور كارخانىلار دۆلەتكە تەۋە.

ضَدَّ يَضِدُّ ضَدًّا: يەڭدى، غالىب كەلدى.

ضِدٌّ ج أَضْدَادٌ: زىت، دۈشمەن، رەقىب.

ضِدّ كَذَا. بِالضِّدِّ: ئەكس، قارىمۇقارشى.

«كَلَّا سَيَكْفُرُونَ بِعِبَادَتِهِمْ وَ يَكُونُونَ عَلَيْهِمْ ضِدًّا» ‹قرآن›: ئىش ئۇلارنىڭ گۇمان قىلغىنىدەك ئەمەس، ئۇلارنىڭ (يەنى، مۇشرىكلارنىڭ) چوقۇنۇشىنى ئىنكار قىلىدۇ.

ضِدَّهُ عَلَى خَطٍّ مُسْتَقِيمٍ: تىغمۇتىغ تاقابىل تۇرماق، دەلمۇدەل تاقابىل تۇرماق.

وَحْدَةُ الْأَضْدَادِ: قارىمۇقارشىلىقلارنىڭ بىرلىكى.

ضِدّ الصَّدَمَاتِ: سوقۇلۇشقا قارشى.

ضِدّ السَّمِّ: زەھەرگە قارشى.

«تَتَمَايَزُ الْأَشْيَاءُ بِأَضْدَادِهَا»: شەيئىلەر ئۆزىنىڭ ئەكسى بىلەن ئايرىلىدۇ.

«رَشَّحَ نَفْسَهُ ضِدَّ مُرَشَّحِ الْحُكُومَةِ»: ھۆكۈمەتنىڭ نامزاتىغا قارشى ئۆزىنى نامزات قىلىپ كۆرسەتتى.

ضِدِّيٌّ: قارىمۇقارشى، قارشىلىق، زىددىيەت.

ضَدِيَ يَضْدَى ضَدًى: غەزىپى تاشتى.

ضَدِيدٌ ج أَضْدَادٌ: قارىمۇقارشى، زىت، ئوخشىشى.

ضَرَاءٌ: باراقسان دەرەخ؛ تۈزلەڭلىك.

ضَرَائِبِيٌّ: باجغا ئائىت.

ضِرَابٌ: چېتىشماق، جۈپلەشمەك.

ضِرَارٌ: زىيان.

«وَلَا تُمْسِكُوهُنَّ ضِرَارًا لِتَعْتَدُوا» ‹قرآن›: زۇلۇم قىلىش مەقسىتىدە زىيان يەتكۈزۈپ، ئۇلارنى تۇتۇۋالماڭلار.

ضُرَاطٌ: ئوسۇرۇق.

ضَرَاعَةٌ: يالۋۇرماق، ئىلتىجا قىلماق.

تَقَدَّمَ بِمَطْلَبِهِ بِكُلِّ ضَرَاعَةٍ: ناھايىتى يالۋۇرۇش بىلەن تىلىكىنى ئوتتۇرىغا قويدى.

ضُرَاكٌ: قوپال، كۈچلۈك، يولۋاس.

ضِرَامٌ: كۆيمەك، يانماق؛ تۇتۇرۇق.

ضَرَاوَةٌ: ياۋۇزلۇق، ۋەھشىلىك؛ ئاچ كۆزلۈك.

«اِزْدَادَتِ الْمَعْرَكَةُ ضَرَاوَةً»: ئۇرۇش قىزىپ كەتتى.

ضَرَأَ يَضْرَأُ ضَرْأً الشَّيْءُ: كۆزدىن غايىب بولدى، ئىز-دېرەكسىز يوقالدى.

ضَرَبَ يَضْرِبُ ضَرْبًا الشَّيْءُ: كۆچتى، يۆتكەلدى، ھەرىكەتلەندى، قوزغالدى.

ضَرَبَهُ: ئۇردى، زەربە بەردى، دۇمبالىدى، سوقتى.

ضَرَبَ الْقَلْبُ: يۈرەك سالدى.

ضَرَبَ الرَّجُلُ فِي الْأَرْضِ: كىشى يول ماڭدى، يۈردى.

ضَرَبَ الْبِلَادَ طُولًا وَعَرْضًا: پۈتۈن مەملىكەتنى كەزدى.

«وَآخَرُونَ يَضْرِبُونَ فِي الْأَرْضِ يَبْتَغُونَ مِنْ فَضْلِ اللهِ» ‹قرآن›: بەزىلەر ئاللاھنىڭ پەزلىنى تىلەپ يەر يۈزىدە سەپەر قىلىدۇ.

ضَرَبَ الْإِبْرَةَ: يىڭنە سانجىدى.

ضَرَبَ عَنِ الْأَمْرِ: ئىشتىن توختىدى، يۈز ئۆرۈدى.

ضَرَبَ رَأْسَهُ فِي الْحَائِطِ: تامغا ئۇستى.

ضَرَبَ ضَرْبًا مُبَرِّحًا: قاتتىق ساۋىدى.

ضَرَبَ الْأَجَلَ: ۋاقىت توختاتتى، ۋاقىت بەلگىلىدى.

ضَرَبَ أَطْنَابَهُ: يىلتىز تارتتى.

ضَرَبَ الْآلَةَ الْمُوسِيقِيَّةَ: مۇزىكا چالدى.

ضَرَبَ الْبَابَ: ئىشىكنى چەكتى، قاقتى.

ضَرَبَ الْخَاتَمَ: ئۈزۈك سالدى.

ضَرَبَ الْخَيْمَةَ: چېدىر تىكتى.

ضَرَبَ الرَّقْمَ الْقِيَاسِيَّ: رېكورتنى بۇزۇپ تاشلىدى.

ضَرَبَ طُوبًا: خىش قويدى.

ضَرَبَ الصَّلَاةَ: ناماز ئوقۇدى.

ضَرَبَ ضَرِيبَةً: سېلىق سالدى.

ضَرَبَ عَدَدًا فِي آخَرَ: ساننى كۆپەيتتى.

ضَرَبَ عُنُقَهُ: كاللىسىنى ئالدى.

ضَرَبَ النُّقُودَ: پۇل قويدى، پۇل چىقاردى.

ضَرَبَ الْمَوْعِدَ: ۋەدىلەشتى، شەرتلەشتى.

ضَرَبَ مَثَلاً: مىسال كەلتۈردى، تەمسىل كەلتۈردى؛ ماقال كەلتۈردى.

ضَرَبَ الْوَدَعَ وَالرَّمْلَ: پال ئاچتى، رەم سالدى.

«وَاضْرِبْ لَهُمْ مَثَلًا أَصْحَابَ الْقَرْيَةِ» ‹قرآن›: ئۇلارغا شەھەر ئاھالىسىنى مىسال قىلىپ كەلتۈرگىن.

ضَرَبَ فِي التِّجَارَةِ بِسَهْمٍ: شېرىكەت قۇردى، شېرىكلىشىپ تىجارەت قىلدى.

ضَرَبَهُ بِآفَةٍ: بالا-قازاغا ئۇچراتتى.

ضَرَبَ بِالْقُنْبُولَةِ: بومباردىمان قىلدى.

ضَرَبَ عَنْهُ: پىسەنت قىلمىدى؛ ئۆزىنى قاچۇردى.

ضَرَبَ فِي الْبُوقِ: بۇرغا چالدى، كاناي چالدى.

ضَرَبَتْهُ الْعَقْرَبُ: چايان چېقىۋالدى.

ضَرَبَهُ الْفَرَسُ بِحَوَافِرِهِ: ئۇنى ئات تېپىۋەتتى.

ضَرَبَ بَيْنَهُمْ: ئارىغا بۆلگۈنچىلىك سالدى، ئىغۋاگەرچىلىك قىلدى.

ضَرَبَ بِالسِّلَاحِ النَّارِيِّ: توپ ئاتتى، توپقا تۇتتى، ئوق چىقاردى.

ضَرَبَ بِالْمِدْفَعِ: زەمبىرەك ئاتتى.

ضَرَبَ أَخْمَاسًا لِأَسْدَاسٍ: چارىسىز قالدى، تېڭىرقاپ قالدى.

ضَرَبَ بِهِ عُرْضَ الْحَائِطِ: ئۇنى كەمسىتتى، ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈدى.

ضَرَبَ الْأَرُزَّ: گۈرۈچنى ئاقلىدى.

ضَرَبَ اللَّيْلُ بِظَلَامِهِ: كېچە كىردى.

ضُرِبَتْ عَلَيْهِ الذِّلَّةُ: خار بولدى.

ضَرَبَ عَلَى الْمَكْتُوبِ: خەتنى پىچەتلىدى، تامغا باستى.

ضَرَبَ الْقَاضِي عَلَى يَدِ الْمُتَّهَمِ: سوتچى جىنايەتچىنىڭ ھەرىكىتىگە چەك قويدى.

ضَرَبَ بِالسَّيْفِ: قىلىچ بىلەن چاپتى.

«ضَرَبَهُ ضَرْبَةً لَمْ يَقُمْ بَعْدَهَا أَبَدًا»: ئۇنى ئۇرۇپ ئورنىدىن تۇرالماس قىلىۋەتتى.

«ضَرَبَ الْجَهْلُ أَطْنَابَهُ فِي الْبِلَادِ»: نادانلىق مەملىكەتتە يامراپ كەتتى.

ضَرَبَ صَفْحًا: يۈز ئۆرۈدى.

«ضَرَبَ عَلَى الْآلَةِ الْكَاتِبَةِ»: ماشىنكا بىلەن خەت باستى.

ضَرَبَ كَفًّا بِكَفٍّ: تېڭىرقاپ قالغانلىقى ۋە پۇشايمان قىلغانلىقىنى بىلدۈردى.

«يَضْرِبُ عَلَى وَتَرٍ حَسَّاسٍ»: سەزىمچان ماۋزۇ ئۈستىدە توختالماقتا.

«إِنَّكَ تَضْرِبُ فِي حَدِيدٍ بَارِدٍ»: پايدىسىز، قۇرۇق ئاۋارە بولىسەن.

ضَرْبٌ: ئۇرماق، زەربە بەرمەك، چەككە قاقماق.

ضَرْبُ الرَّمْلِ: پال باقماق.

ضَرْبٌ بِالْمَدَافِعِ: بومباردىمان قىلماق.

ضَرْبٌ ج أَضْرَابٌ وَ ضُرُوبٌ: تۈر، خىل، ئوخشاش؛ ئۆتكۈنچى؛ قوشۇش.

هُوَ وَ أَضْرَابُهُ مِنَ السِّيَاسِيِّينَ: سىياسەتچىلەردىن ئۇ ۋە ئۇنىڭ ئوخشاشلىرى.

ضَرْبُ الْعِرْقِ أَوِ الْقَلْبِ: تومۇر سوقماق، يۈرەك سوقماق.

ضَرْبُ الضَّرَائِبِ: باج ئالماق، سېلىق سالماق.

ضَرْبُ الْأَعْدَادِ فِي بَعْضِهَا: كۆپەيتىش، كەررە.

ضَرْبُ النَّارِ: ئوت ئاچماق.

ضَرْبُ النُّقُودِ: پۇل قويماق، پۇل باسماق.

ضَرْبٌ ج ضُرُوبٌ وَ أَضْرَابٌ وَ أَضْرُبٌ فِي الْعَرُوضِ: قاپىيە، قاپىيىداش.

«يُعْتَبَرُ الْمَسْرَحُ ضَرْبًا مِنْ ضُرُوبِ التَّجْدِيدِ فِي الْأَدَبِي الْعَرَبِي الْحَدِيثِ»: تىياتىر ئەرەب يېڭى

ئەدەبىيات-سەنئەتتە بىر خىل يېڭىلىق
ھېسابلىنىدۇ.
ضَرَبٌ: قويۇق ئاق ھەسەل.
ضَرْبَةٌ ج ضَرَبَاتٌ: زەربە، ئاپەت؛ ئاغرىق-سىلاق؛
پالاكەت، بەختسىزلىك.
ضَرْبَةٌ آفَةٌ: تارقىلىشچان يۇقۇملۇق كېسەل، چۇما.
ضَرْبَةُ جَزَاءٍ: جازا توپ.
ضَرْبَةٌ قَاضِيَةٌ: ئەجەللىك زەربە، قاقشاتقۇچ زەربە.
ضَرْبَةُ الدَّمِ: ئۆزگىرىشچان قىزىتما.
ضَرَبَاتُ النَّبْضِ: تومۇرنىڭ سوقۇشى.
ضَرَبَ ضَرْبَةَ مُعَلِّمٍ: راسا كىلىشتۈرۈپ سالدى.
«تَلَقَّى الْعَدُوّ ضَرَبَاتٍ مُتَتَالِيَةً مِنْ رِجَالِ الْمُقَاوَمَةِ»:
دۈشمەن قارشىلىق كۆرسەتكۈچى كۈچلەر
تەرىپىدىن ئۈزلۈكسىز زەربىگە ئۇچرىدى.
ضَرَجَ يَضْرُجُ ضَرْجًا الثَّوْبَ: رەختنى قىزىل بويىدى.
ضَرَجَهُ بِالدَّمِ: ئۇنى قانغا مىلىۋەتتى.
ضَرْجَعٌ ج ضَرَاجِعُ: يولۋاس.
ضَرَحَ يَضْرَحُ ضَرْحًا الْقَبْرَ: گۆر كولىدى.
ضَرَحٌ ج أَضْرَاحٌ: يىراق، يىراقلاشقان؛ تىرە.
ضَرَّ يَضُرُّ ضَرًّا وَ ضَرَرًا فُلَانًا: پالانغا زىيان
يەتكۈزدى، زىيان سالدى؛ زىيانكەشلىك
قىلدى.
الأَكْلُ الْكَثِيرُ يَضُرّ الْمِعِدَةَ: كۆپ يېيىش ئاشقازانغا
زىيان قىلىدۇ.
ضَرَّ بَصَرَهُ: كۆزى تۇتۇلۇپ قالدى.
«وَمَنْ يَنْقَلِبْ عَلَى عَقِبَيْهِ فَلَنْ يَضُرَّ اللهَ شَيْئاً» «قرآن»:
كىمكى ئارقىسىغا يېنىۋالىدىكەن، (يەنى
مۇرتەت بولىدىكەن)، ئۇ ئاللاھقا قىلچە زىيان
يەتكۈزەلمەيدۇ.
ضَرَّهُ إِلَيْهِ: سىغىندۇردى.
«ضَرَّتْ هَذِهِ الْحَرْبُ بِمَصَالِحِ الدّوَلِ الْمُجَاوِرَةِ»: بۇ
ئۇرۇش قوشنا دۆلەتلەرنىڭ مەنپەئەتىگە
زىيان سالدى.
ضَرٌّ ج أَضْرَارٌ: زىيان، نۇقسان، كېمىيىش.
﴿قُلْ أَتَعْبُدُونَ مِنْ دُونِ اللهِ مَالاَ يَمْلِكُ لَكُمْ ضَرًّا وَلَا
نَفْعًا﴾ «قرآن»: (ئى مۇھەممەد!) سىلەر
ئاللاھدىن باشقا پايدا-زىيان يەتكۈزۈشكە
قادىر بولالمايدىغان نەرسىلەرگە
چوقۇنامسىلەر؟
ضُرٌّ: يارامسىزلىق، ھالى ياماللىق؛ زىيان.
مَسَّهُ الضُّرُّ: ئۇ بالا-قازاغا يولۇقتى. ئۇنىڭغا زىيان
يەتتى.
﴿مَسَّنَا وَ أَهْلَنَا الضرّ﴾: بىزگە ۋە ئائىلىمىزگە
ئاچارچىلىق يەتتى.
ضِرٌّ: خوتۇن ئۈستىگە خوتۇن ئالماق، قوش
نىكاھلىق بولماق.
ضَرَرٌ ج أَضْرَارٌ: زىيان، چىقىم، زەرەر،
يېتىشسىزلىك؛ ئىللەت، ئاغرىق.
﴿لاَ يَسْتَوِي الْقَاعِدُونَ مِنَ الْمُؤْمِنِيْنَ غَيْرَ أُولِي
الضَّرَرِ﴾ «قرآن»: مۆئمىنلەردىن ئۆزرىسىز (ئەما،
توكۇر، كېسەلگە ئوخشاش ئۆزرىسى بارلار
بۇنىڭدىن مۇستەسنا) جىھادقا چىقمىغانلار
... بىلەن باراۋەر بولمايدۇ.
أَخَفُّ الضَّرَرَيْنِ: ئىككى زىيانلىق ئىشنىڭ
يەڭگىللىرەكى.
إِرْتَكَبَ أَخَفَّ الضَّرَرَيْنِ: ئىككى زىيانلىق ئىشنىڭ
يەڭگىللىرەكىگە دۇچار بولدى.
أَحْدَثَتِ الْحَرَائِقُ أَضْرَارًا جَسِيْمَةً فِي الْمُمْتَلَكَاتِ: ئوت
ئاپىتى مال-مۈلۈككە چوڭ زىيان سالدى.
ضَرَّاءُ: قاتتىقچىلىق، قىيىنچىلىق، كېسەللىك.
فِي السَّرَّاءِ وَالضَّرَّاءِ: خۇشاللىقتا ۋە قايغۇدا،
ھالاۋەتتە ۋە جاپا-مۇشەققەتتە.
«وَالصَّابِرِيْنَ فِي الْبَأْسَاءِ وَالضَّرَّاءِ» «قرآن»:
يوقسۇزلۇقتا، كېسەللىكتە بەرداشلىق

بېرىشى...

«كَانُوا يَلْجَأُونَ إِلَى اللهِ فِي الضَّرَّاءِ وَالسَّرَّاءِ»: ئۇلار قىيىنچىلىق ۋاقىتلاردىمۇ، راھەت ۋاقىتلاردىمۇ ئاللاھقا سېغىناتتى.

ضَرَّابٌ: چوماقچى.

ضَرَّابُ الطُّوبِ: كېسەكچى.

ضَرَّبَ يُضَرِّبُ تَضْرِيبًا: قاتتىق ئۇردى.

ضَرَّبَ بَيْنَهُمْ: ئارىغا بۆلگۈنچىلىك سالدى، ئىغۋاگەرچىلىك قىلدى.

ضَرَّبَ اللِّحَافَ: يوتقان تىكتى.

ضَرَّبَ الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: نەرسىنى ئارىلاشتۇردى.

ضَرَّةٌ ج ضَرَائِرُ: كىچىك خوتۇن، ئاياللىك كۈندىشى.

ضَرَّةُ الْحَيَوَانِ: يېلىن.

بَيْنَهُمْ دَاءُ الضَّرَائِرِ: ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ھەسەتخورلۇق مەۋجۇت.

ضَرَّجَ يُضَرِّجُ تَضْرِيجًا الثَّوبَ: رەختنى قىزىلغا بويىدى.

ضَرَّجَهُ بِالدَّمِ: ئۇنى قانغا مىلىۋەتتى.

ضَرَّجَ الْخَجَلُ وَجْهَهُ: خىجالەتچىلىكتە يۈزى قىزىرىپ كەتتى.

ضَرَّجَ الْكَلاَمَ: سۆزنى بېزىدى.

ضَرَّرَ يُضَرِّرُ تَضْرِيرًا ـ هُ: ئۇنىڭغا ئېغىر زىيان سالدى.

ضَرَّسَ يُضَرِّسُ تَضْرِيسًا الأَسْنَانَ: چىشلىرىنى غۇجۇرلاتتى.

ضَرَّسَتْهُ الْحُرُوبُ: ئۇرۇشلار ئۇنى تەجرىبىلىك قىلدى، چېنىقتۇردى.

ضَرَّمَ يُضَرِّمُ تَضْرِيمًا النَّارَ: ئوت ياقتى، تۇتاشتۇردى، ئوت ئالدۇردى، يورۇتتى.

ضَرَّمَ النَّارَ فِي: ئوت قويدى.

ضَرَّى يُضَرِّي تَضْرِيَةً الْكَلْبَ بِالصَّيْدِ: ئىتنى ئوۋغا ئۆگەتتى، تەربىيىلىدى، كۆندۈردى.

ضَرِسَ يَضْرَسُ ضَرَسًا الشَّيْءَ: نەرسىنى قاتتىق چىشلىدى.

ضَرَسَهُ الزَّمَانُ: ئۇنىڭغا پەلەك كاچ كەلدى.

ضَرِسَ يَضْرَسُ ضَرَسًا الرَّجُلُ: كىشىنىڭ خۇيى ئۇسۇل بولدى.

ضَرِسَتِ الأَسْنَانُ: چىش قامىدى.

«اَلْآبَاءُ يَأْكُلُونَ الْحَصْرَمَ وَالأَبْنَاءُ يَضْرَسُونَ»: ئاتىلار غورا يېسە، باللارنىڭ چىشى قامايدۇ (ئاتىلارنىڭ دەردىنى باللار تارتىدۇ).

ضِرْسٌ ج أَضْرَاسٌ وَ ضُرُوسٌ: ئېزىق چىش.

ضِرْسُ الْعَقْلِ: ئەقىل چىشى.

رَجُلٌ ضِرْسٌ: قوپال ئادەم.

ضَرِسٌ م ضَرِسَةٌ: قاماپ قالغان چىش.

ضَرَطَ يَضْرِطُ ضَرْطًا / ضِرْطًا وَ ضُرَاطًا وَ ضَرِيطًا: ئۇسۇردى، يەل چىقاردى.

ضَرْطٌ: ئۇسۇرۇق.

ضَرَعَ يَضْرَعُ ضَرَاعَةً إِلَيْهِ: ئىتائەت قىلدى، بويسۇندى، باش ئەگدى.

ضَرَعَ الرَّضِيعُ: ئانىسىنى ئەمدى.

ضَرِعَ يَضْرَعُ ضَرَعًا إِلَيْهِ: ئىتائەت قىلدى، بويسۇندى، باش ئەگدى.

«يَضْرَعُ الْمُؤمِنُ إِلَى اللهِ أَنْ يَهْدِيَهُ سَوَاءَ السَّبِيلِ»: مۆئمىن كىشى ئاللاھقا توغرا يولغا يېتەكلىشىنى تىلەپ ئىلتىجا قىلىدۇ.

ضَرُعَ يَضْرُعُ ضَرَاعَةً إِلَيْهِ: ئىتائەت قىلدى، بويسۇندى، باش ئەگدى.

ضِرْعٌ ج ضُرُوعٌ: ئوخشاش، ئوخشاپ كېتىدىغان.

هُوَ ضِرْعُهُ فِي الْكَرَمِ وَالشَّجَاعَةِ: ئۇ مەردلىك ۋە شىجائەتتە ئۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدۇ.

ضَرْعٌ ج ضُرُوعٌ: ھايۋاننىڭ يېلىنى.

الضَّرْعُ وَالثَّدْيُ: بارلىق مال ـ مۈلۈك.

مَالَهُ زَرْعٌ وَ لَاضَرْعٌ: ئۇنىڭ ھېچنېمىسى يوق.

«أَتْلَفَ الْجَفَافُ الضَّرْعَ وَالزَّرْعَ»: قۇرغاقچىلىق چارۋىچىلىقنى ۋە دېھقانچىلىقنى ۋەيران قىلدى.

الزَّرْعُ وَالضَّرْعُ: دېھقانچىلىق ۋە چارۋىچىلىق.

ضَرِعٌ: يالۋۇرغۇچى، ئىلتىجا قىلغۇچى، بويسۇنغۇچى.

ضِرْغَامٌ ج ضَرَاغِمُ وَ ضَرَاغِمَةٌ: شىر؛ باتۇر.

ضَرْغَمٌ ج ضَرَاغِمُ: شىر.

ضَرْفٌ: تۇلۇم.

ضُرْفَةٌ: كۆپ، نۇرغۇن، مول.

هُوَ فِي ضُرْفَةِ عَيْشٍ: ئۇنىڭ تۇرمۇشى پاراۋان.

ضَرْفَطَ يُضَرْفِطُ ضَرْفَطَةً الشَّيْءَ بِالْحَبْلِ: نەرسىنى مەھكەم باغلىدى.

ضَرِكَ يَضْرُكُ ضَرَاكَةً الرَّجُلُ: قوپال بولدى، پۇختا بولدى.

ضَرِمَ يَضْرَمُ ضَرَمًا الرَّجُلُ: غەزىپى تاشتى، قورسىقى ئاچلىقتىن تارتىشىپ كەتتى.

ضَرِمَ فِي الطَّعَامِ: ھاپىلا ـ شاپىلا يېدى.

ضَرِمَ فِي الْأَمْرِ: ئالدىرىدى، جىددىيلەشتى.

ضَرِمَ عَلَيْهِ: تېرىكتى، ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى.

ضَرِمَتِ النَّارُ: ئوت ياندى، تۇتاشتى.

ضَرَمَةٌ ج ضَرَمٌ: ئوت، قىزىل چوغ.

مَا فِي الدَّارِ نَافِخُ ضَرَمَةٍ: ئۆيدە بىرمۇ ئادەم يوق.

ضِرْوٌ م ضِرْوَةٌ ج ضِرَاءٌ وَ أَضْرٍ: ئوۋ ئىتى.

ضَرُورَةٌ ج ضَرُورَاتٌ: زۆرۈرىيەت، لازىم؛ ئېھتىياج.

عِنْدَ الضَّرُورَةِ: زۆرۈر تېپىلغاندا.

ضَرُورَةٌ قَاهِرَةٌ: جىددىي ئېھتىياجلىق.

بِالضَّرُورَةِ: مۇھىم، لازىم.

لِلضَّرُورَةِ: ئىلاجسىزلىقتىن.

لَاضَرُورَةَ لِشِرَاءِ سَيَّارَةٍ أُخْرَى: يەنە بىر ماشىنا سېتىۋېلىشنىڭ ھاجىتى يوق.

لِلضَّرُورَةِ أَحْكَامٌ: زۆرۈرىيەتنىڭ ئەھكامى باشقىچە بولىدۇ.

الضَّرُورَاتُ تُبِيحُ الْمَحْظُورَاتِ: زۆرۈرىيەت تۇغۇلغاندا دۇرۇس بولمايدىغان ئىشلارمۇ دۇرۇس بولىدۇ.

الضَّرُورَةُ الْقُصْوَى: جىددىي ھاجەت.

اَلْمَعْلُومُ بِالضَّرُورَةِ: قەتئىي رەۋىشتە بىلىنگۈچى، ئۆز ـ ئۆزىدىن مەلۇم.

ضَرُورِيٌّ: لازىم، زۆرۈر، كەم بولسا بولمايدىغان.

«اَلْعَمَلُ ضَرُورِيٌّ لِلنَّجَاحِ»: مۇۋەپپەقىيەت قازىنىش ئۈچۈن ئىشلەش كەم بولسا بولمايدۇ.

«مِنَ الضَّرُورِيِّ أَنْ يَتَعَلَّمَ أَوْلَادُنَا اللُّغَاتِ الْأَجْنَبِيَّةَ»: بالىلىرىمىزنىڭ چەت ئەل تىللىرىنى ئۆگىنىشى مۇھىم.

اَلْمَوَادُّ الضَّرُورِيَّةُ: كۈندىلىك ئىستېمال بۇيۇملىرى، لازىمەتلىكلەر.

ضَرُورِيَّاتٌ: ئېھتىياجلىق نەرسىلەر.

ضَرُورِيَّاتٌ يَوْمِيَّةٌ: كۈندىلىك ئېھتىياجلىق نەرسىلەر.

«أَصْبَحَتِ السَّيَّارَةُ عِنْدَ بَعْضِهِمْ مِنْ ضَرُورِيَّاتِ الْحَيَاةِ»: ماشىنا بەزىلەرنىڭ قارىشىچە تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرى ھېسابلىنىدۇ.

ضَرُوسٌ: شەپقەتسىز، رەھىمسىز، ۋەھشىي.

حَرْبٌ ضَرُوسٌ: شەپقەتسىز ئۇرۇش، دەھشەتلىك ئۇرۇش.

ضَرُوطٌ: ئوسۇرغاق.

ضَرِيَ يَضْرَى ضَرَاوَةً وَ ضَرًى وَ ضَرْيًا وَ ضَرَاءَةً بِالشَّيْءِ: خۇمار بولدى، تويماسلىق قىلدى.

ضَرِيَ بِهِ: ئۇنىڭغا چىپىلدى.

ضَرِيبٌ ج ضُرَبَاءُ: ئۇرغۇچى؛ ئۇرۇلغۇچى.

ضَرِيبٌ ج ضَرَائِبُ: خىل، تۈر، ئوخشىشى؛ قار، مۇز، قىرو.

ضَرِيبَةٌ ج ضَرَائِبُ: باج؛ مىجەز، خۇي، تەبىئەت،

خاراكتېر؛ ئېتىلغان يوك؛ ئۇرۇلغۇچى.

ضَرِيبَةُ الْأَمَانِ: باج تاپشۇرماق، سېلىق تۆلىمەك؛ سوۋغا، ھەدىيە.

ضَرِيبَةُ الْأَطْيَانِ: يەر بېجى.

ضَرِيبَةُ التَّرِكَةِ: مىراس بېجى.

ضَرِيبَةُ الْعَقَارِ: مال-مۈلۈك بېجى.

ضَرِيبَةُ الْأَعْنَاقِ: نوپۇس بېجى.

ضَرِيبَةُ الدَّخْلِ: تاپاۋەت بېجى.

ضَرِيبَةُ الْحَرْبِ: ئۇرۇش تۆلىمى.

ضَرِيبَةُ الْمِهَنِ الْحُرَّةِ: ئەركىن كەسىپ بېجى.

ضَرِيبَةُ الْإِنْتَاجِ الْمَحَلِّيِّ: يەرلىك مەھسۇلات بېجى.

ضَرِيبَةٌ إِضَافِيَّةٌ: قوشۇمچە باج.

ضَرِيبَةٌ تَصَاعُدِيَّةٌ: پروگرېسسىپلىك ئۆسۈپ بارىدىغان باج، ھەسسىلەپ ئۆسۈپ بارىدىغان باج.

ضَرِيبَةٌ إِسْتِثْنَائِيَّةٌ: ئايرىم باج.

ضَرِيبَةٌ لِلْأَرْبَاحِ الْإِسْتِثْنَائِيَّةِ: قوشۇمچە تاپاۋەت بېجى.

ضَرَائِبُ مُبَاشَرَةٌ: بىۋاستە باج.

ضَرِيبَةٌ غَيْرُ مُبَاشَرَةٍ: ۋاستىلىك باج.

ضَرِيبَةُ التَّصْدِيرِ: ئېكسپورت بېجى.

مَصْلَحَةُ الضَّرَائِبِ: باج ئىشلىرى ئىدارىسى.

ضَرِيبَةُ الْأَمْلَاكِ: مال-مۈلۈك بېجى.

ضَرِيبَةُ السَّيَّارَاتِ: ماشىنا سېتىۋېلىش بېجى.

خَاضِعٌ لِلضَّرِيبَةِ: باج تاپشۇرغۇچى.

مُعْفًى مِنَ الضَّرَائِبِ: باجدىن كەچۈرۈم قىلىنغان.

ضَرِيبِيٌّ: باجغا ئائىت.

إِزْدِوَاجٌ ضَرِيبِيٌّ: ئىككى ئورۇندا تاپشۇرۇلىدىغان باج.

إِعْفَاءٌ ضَرِيبِيٌّ: باجدىن كېرىم قىلىنىش.

اَلنِّظَامُ الضَّرِيبِيُّ: باج تۈزۈمى.

ضَرِيجٌ: بويالغان.

عَدْوٌ ضَرِيجٌ: تېز يۈگۈرۈش.

ضَرِيحٌ ج ضَرَائِحُ: قەبرە، گۆر، لەھەت.

ضَرِيرٌ ج أَضِرَّاءُ وَ أَضِرَّارٌ م ضَرِيرَةٌ ج ضَرَائِرُ: ئەما، كور، قارىغۇ.

«كَانَ الْمَعَرِّي ضَرِيرًا»: ئەبۇ ئەلا مەئەررى كور ئىدى.

ضَرِيعٌ . ضَرِيعَةٌ: ئاچچىق تىكەن، يېلىنلىق.

شَاةٌ ضَرِيعٌ: يېلىنلىق ساغلىق.

﴿لَيْسَ لَهُمْ طَعَامٌ إِلَّا مِنْ ضَرِيعٍ﴾ «قرآن»: ئۇلار ئۈچۈن زەرىدىن (يەنى، بەتبۇي، ئاچچىق تىكەندىن) باشقا يېمەكلىك بولمايدۇ.

ضَرِيكٌ ج ضَرَائِكُ وَ ضُرَكَاءُ: نامرات، كەمبەغەل؛ دەلدۈش، گالۋاڭ، كور، مېيىپ، ئاچ.

ضَزَنَ يَضْزُنُ / يَضْزِنُ ضَزْنًا فُلَانًا: تارتىۋالدى، ئېلىۋالدى.

ضَيْزَنٌ ج ضَيَازِنُ: رىقابەتچى، شېرىك، بالا-چاقا.

ضَعَا يَضْعُو ضَعْوًا: يوشۇرۇنۇۋالدى، مۆكۈۋالدى.

ضَعَاةٌ: قورقۇپ ۋارقىراپ كەتتى.

ضَعَا يَضْعُو ضُعُوًّا إِلَيْهِ: خۇشامەت قىلدى، كۆچۈكلەندى.

ضَعْضَاعٌ: كۈچسىز، ئاجىز، زەئىپ.

ضَعْضَعَ يُضَعْضِعُ ضَعْضَعَةً: خاراب قىلدى، ۋەيران قىلدى، بۇزدى.

ضَعْضَعَهُ: ئاجىزلاشتۇردى، زەئىپلەشتۈردى.

ضَعْضَعَ الْبِنَاءَ: بىنانى ئۆرۈۋەتتى.

ضَعْضَعَ الْأَرْضَ: تەۋرەتتى.

«مَازَالَ الْإِنْقِسَامُ قَائِمًا فِي صُفُوفِهِمْ يُضَعْضِعُ مَوْقِفَهُمُ الدَّوْلِي»: ئۇلارنىڭ سېپىدىكى بۆلۈنۈش ئۇلارنىڭ خەلقئارا مەيداننى ھېلىمۇ تەۋرەتمەكتە.

ضَعْضَعٌ: كۈچسىز، ئاجىز، زەئىپ.

ضَعْضَعَةٌ: بويسۇنماق، ئىتائەت قىلماق، قىيىن،

قاتتىقلىق.

ضَغَطَ يَضْغَطُ ضَغْطًا: ئۆلتۈردى، ھالاك قىلدى، قىرىپ تاشلىدى.

ضَعَّفَ يُضَعِّفُ تَضْعِيفًا الشَّيْءَ: ھەسسىلەپ ئاشۇردى، كۆپەيتتى.

ضَعَّفَهُ: ئۇنى ئاجىز، دەپ قارىدى، كۈچسىز ھېسابلىدى.

ضَعَّفَ الْحَدِيْثَ: ھەدىسنى زەئىپكە چىقاردى.

ضَعَفَ يَضْعَفُ ضَعْفًا وضُعْفًا الشَّيْءَ: ھەسسىلەپ ئاشۇردى.

ضَعَفَ يَضْعُفُ ضَعْفًا: زەئىپلەشتى، ئاجىزلاشتى.

ضَعُفَ يَضْعُفُ ضَعَفَةً وَضَعَافِيَةً: زەئىپلەشتى، ئاجىزلاشتى.

«ضَعُفَ الطَّالِبُ وَالْمَطْلُوبُ» ‹قرآن›: بۇتمۇ ۋە (ئۇنىڭغا) چوقۇنغۇچىمۇ ئاجىزدۇر.

«وَمَاضَعُفُواْ وَمَااسْتَكَانُواْ» ‹قرآن›: ئۇلار بوشاشمىدى، باش ئەگمىدى.

ضُعْفٌ: ئاجىزلىق، كۈچسىزلىك.

اَلضَّعْفُ الْعَصَبِيّ: نېرۋا ئاجىزلىقى.

﴿اللهُ الَّذِي خَلَقَكُمْ مِنْ ضَعْفٍ﴾ ‹قرآن›: ئاللاھ سىلەرنى ئاجىز ياراتتى.

ضَعْفُ الذَّاكِرَةِ: ئەستە تۇتۇشنىڭ ئاجىزلاپ كېتىشى.

ضَعْفُ الْبُنْيَةِ: جىسمانىي ئاجىزلىق.

ضَعْفُ الإِدَارَةِ: باشقۇرۇش ئىقتىدارى ئاجىزلىق.

اَلضَعْفُ الْعَقْلِي: ئەقلىي ئاجىزلىق.

ضَعْفُ الأُسْلُوبِ: ئۇسلۇبىنىڭ ناچارلىقى.

ضَعْفُ الْقَلْبِ: يۈرەكنىڭ ئاجىزلىقى.

ضِعْفٌ ج أَضْعَافٌ: ئوخشاش مىقدار، ئوخشاش ھەسسە.

ثَلاَثَةُ أَضْعَافٍ: ئۈچ ھەسسە.

أَضْعَافُ الْكِتَابِ: كىتابنىڭ ھاشىيىسى، كىتابنىڭ قۇر ئارىلىقى.

ضَعْفَانٌ ج ضَعَافَى: ئاجىز، كۈچسىز.

ضَعِلَ يَضْعَلُ ضَعَلاً: (يېمەك تۇغقانلارنىڭ تويى قىلىشى سەۋەبىدىن) بەدەننىڭ ئورۇقلاپ كېتىشى.

ضَعُوفٌ: ئاجىز، كۈچسىز.

ضَعِيْفٌ ج ضِعَافٌ وَ ضُعَفَاءُ وَ ضَعَفَةٌ وَ ضَعْفَى م ضَعِيْفَةٌ: ئاجىز، كۈچسىز، زەئىپ، بوش.

ضَعِيْفُ الإِرَادَةِ: ئىرادىسىز، بوشاڭ.

﴿فَإِنْ كَانَ الَّذِى عَلَيْهِ الْحَقُّ سَفِيْهًا أَوْ ضَعِيفًا﴾ ‹قرآن›: ئەگەر قەرز ئالغۇچى ئادەم ئەخمەق (يەنى، خۇدبىن، ئەقىلسىز، ئىسراپخور) ياكى ئاجىز (يەنى، كىچىك بالا ياكى بەكمۇ قېرى) بولسا.

«هَلْ تُنْصَرُونَ وَتُرْزَقُونَ إِلاَّ بِضُعَفَائِكُمْ» ‹حديث›: سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ئاجىز كىشىلەرنىڭ بەرىكاتىدىن ئاللاھ سىلەرگە مەدەت قىلىپ تۇرىدۇ ۋە رىزىقلىرىڭلارنى بېرىپ تۇرىدۇ.

ضَعِيْفُ الْعَقْلِ: دۆت، بەمەنىسىز، كەم ئەقىل.

ضَعِيْفُ الْقَلْبِ: يۈرەكسىز، قورقۇنچاق.

اَلضَّعِيْفُ مِنَ الْكَلاَمِ: پاساھەتسىز سۆز.

ضَعِيْفُ الْبُنْيَةِ: جىسمانىي ئاجىزلىق.

اَلضَّعِيْفَانِ: ئايال ۋە قۇل.

حُكُومَةٌ ضَعِيْفَةٌ: ئاجىز ھۆكۈمەت.

«اِتَّقُوا اللهَ فِي الضَّعِيْفَيْنِ» ‹حديث›: ئىككى ئاجىز توغرۇلۇق ئاللاھدىن قورقۇڭلار.

ضَغَا يَضْغُو ضَغْوًا وَ ضُغَاءً الْقِطُّ: مۈشۈك مياڭلىدى.

ضَغَا يَضْغُو ضُغُوًّا الْمَقْهُورُ إِلَيْهِ: كۈچۈكلەندى، خۇشامەت قىلدى.

ضُغَاءٌ: ئىڭراش.

ضَغَبَ يَضْغَبُ ضَغْبًا الذِّئْبُ: بۆرە ھۇۋلىدى.

ضَغَثَ يَضْغَثُ ضَغْثًا الْحَدِيْثَ: سۆزنى

ئارىلاشتۇرۇۋەتتى، كىيىي قۇلاشمىدى.

ضِغْثٌ ج أَضْغَاثٌ: بىر تۇتام، بىر باغلام؛ بىر سىقىم.

ضِغْثٌ عَلَى إِبَّالَةٍ: ئوت ئۈستىگە ياغ چاچماق؛ بارغانسېرى يامانلاشماق.

«وَخُذْ بِيَدِكَ ضِغْثًا فَاضْرِبْ بِهِ» «قرآن»: (ئۇنىڭغا) قولۇڭ بىلەن بىر باغلام چۆپنى ئېلىپ، ئۇنىڭ بىلەن (ئايالىڭنى) ئۇرغىن.

أَضْغَاثُ أَحْلَامٍ: قالايمىقان چۈش، يامان چۈش؛ خام خىيال، قۇرۇق ئارزۇ.

﴿قَالُوا أَضْغَاثُ أَحْلَامٍ﴾ «قرآن»: ئۇلار ئېيتتى: «بۇ بىر قالايمىقان چۈش ئىكەن».

ضَغَطَ يَضْغِطُ ضَغْطًا ــ هُ: باستى، سىقتى، قىستى، ئەزدى، مەجبۇر قىلدى.

ضَغَطَ عَلَيْهِ: قىستى؛ بېسىم ئىشلەتتى.

ضَغَطَ الْكَلَامَ: سۆزنى بەك قىسقارتىۋەتتى.

ضَغَطَ الْكَلِمَةَ عِنْدَ النُّطْقِ بِهَا: سۆزنى گەۋدىلەندۈردى.

«لَمْ يَكُنْ يَرْغَبُ فِي الْعَمَلِ الْإِدَارِي وَ لَكِنَّهُ ضُغِطَ عَلَيْهِ لِقَبُولِهِ»: ئۇ مەمۇر ئىشقا قىزىقمايتتى، لېكىن بۇ ئىشنى قىلىشقا ئۇنىڭغا بېسىم ئىشلىتىلدى.

ضَغْطٌ: باسماق، سىقماق، قىسماق؛ ئەزمەك، مەجبۇر قىلماق.

إِنْزَعْ كُلَّ مَسَامِيرِ الضَّغْطِ عَنِ الْجِدَارِ: تامدىن باسما (قالپاقلىق) مىخنى يۇلۇۋەت.

ضَغَطَ عَلَى مَعْجُوْنِ الْأَسْنَانِ: چىش پاستىسىنى سىقتى.

ضَغْطُ الدَّمِ: قان بېسىم.

ضَغْطٌ كَهْرَبَائِيٌّ: توك بېسىمى.

اَلضَّغْطُ الْهَوَائِيّ: ئاتموسفېرا بېسىمى، ئاتموسفېرا.

مِيزَانُ الضَّغْطِ: پاراگراف (ئۆزى يازىدىغان بارومېتىر)، مانومېتىر.

رَفَعَ بِيَدَيْهِ ضَغْطًا 80 كِيْلُوغِرَامًا: قولى بىلەن 80 كىلوگرامنى كۆتۈرۈۋەتتى.

يَقْبَلُ الضَّغْطَ: باسقىلى بولىدىغان، بېسىمنى قوبۇل قىلىدىغان.

تَحْتَ ضَغْطِ الرَّأْيِ الْعَامِّ: جامائەت پىكرىنىڭ بېسىمى ئاستىدا.

ضَغْطٌ خَارِجِيٌّ: تاشقى بېسىم.

«سَحِبَ الرَّئِيْسُ إِسْتِقَالَتَهُ تَحْتَ ضَغْطِ الرَّأْيِ الْعَامِّ»: رەئىس جامائەت پىكرىنىڭ بېسىمى ئاستىدا ئىستىپانامىسىنى قايتۇرۇۋالدى.

وَقَفَ الطَّبِيْبُ بِجَانِبِيْ وَقَاسَ ضَغْطَ دَمِي: دوختۇر يېنىمدا تۇرۇپ قان بېسىممىنى تەكشۈردى.

ضَغْطَةٌ ج ضَغَطَاتٌ: تارلىق، بېسىم، مەجبۇرلىماق، زورلاش.

ضَغَمَ يَضْغَمُ ضَغْمًا الشَّيْءَ: چىڭ چىشلىدى.

ضَغِنَ يَضْغَنُ ضَغَنًا عَلَيْهِ: نەپرەتلەندى، ئۆچمەنلىك قىلدى، ئاداۋەت ساقلىدى.

ضَغِنَ الْعُودُ: ياغاچ قىيسىپ قالدى.

ضَغِنَتِ الدَّابَّةُ: هايۋان شەپشۇك بولدى.

ضَغِنَ صَدْرُهُ: كۆڭلىدە ئاداۋەت ساقلىدى.

ضِغْنٌ ج أَضْغَانٌ: ئۆچمەنلىك، دۈشمەنلىك؛ قىڭغىرلىق؛ ئىشتىياق؛ تەرەپ؛ تاغ قولتۇقى.

ضَغِنٌ: ئۆچ، ئاداۋەت ساقلىغۇچى.

اَلْمُوَاطِنُوْنَ يُضْمِرُوْنَ الْعَدَاءَ وَالضِّغْنَ لِلْمُحْتَلِّيْنَ: ۋەتەنداشلار باسقۇنچىلارغا ئۆچ ـ ئاداۋەت ساقلايدۇ.

ضَغِيْفَةٌ: ياپىيشىل باغچە.

ضَغِيْنَةٌ ج ضَغَائِنُ: ئۆچمەنلىك، ئاداۋەت.

«لاَ يُضْمِرُ لِأَحَدٍ ضَغِيْنَةً أَوْ كَرَاهِيَةً»: هېچ ئادەمگە ئۆچمەنلىك ساقلىمايدۇ.

ضَفَا يَضْفُو ضَفْوًا الْإِنَاءُ: قاچا تېشىپ كەتتى.

ضَفَا الرَّأْسُ: چاچلىق بولدى.

ضَفَا الشَّيْءُ: ئۆستى، ئاۋۇدى، جىقلىدى.

ضَفَا الْحَوْضُ: كۆل تاشتى.

ضَفَا: قىرغاق، تەرەپ.

لِكُلِّ شَيْءٍ ضَفْوَانْ: ھەرقانداق نەرسىنىڭ ئىككى تەرىپى بار.

ضِفَارٌ ج ضُفُرٌ: ئۇلاڭ (ئېگەرنىڭ)؛ ئۆرۈلگەن چاچنى باغلايدىغان نەرسە.

ضَفَدَ يَضْفَدُ ضَفْدًا فُلَانًا: شاپىلاق بىلەن ئۇردى.

ضِفْدَعٌ ج ضَفَادِعُ وَ ضِفَادٌ (الضَّفَادِي) الواحدة ضِفْدَعَةٌ: پېشىل پاقا.

ضِفْدَعُ الطِّينِ: چارپاقا.

﴿فَأَرْسَلْنَا عَلَيْهِمُ الطُّوفَانَ وَالْجَرَادَ وَالْقُمَّلَ وَالضَّفَادِعَ﴾ «قرآن»: ئۇلارغا سۇ ئاپىتى، چېكەتكە، پىت، پاقا (بالالىرىنى) ئەۋەتتۇق.

ضَفَرَ يَضْفِرُ ضَفْرًا الشَّعْرَ: چاچنى ئۆرۈدى.

ضَفَرَ الْحَبْلَ: ئارغامچىنى ئەشتى.

ضَفْرٌ: توقۇماق، ئۆرۈمەك، ئەشمەك.

ضَفْرٌ ج ضُفُورٌ وَ أَضْفَارٌ: ئۇلاڭ (ئېگەرنىڭ).

ضَفَطَ يَضْفِطُ ضَفْطًا الرَّجُلُ: ھاجەت قىلدى.

ضَفَطَ بِسِلْحِهِ: قۇش ماياقلىدى.

ضَفُطَ يَضْفُطُ ضَفَاطَةً: باداڭ قورساق بولدى؛ دۆت بولدى.

ضَفَّ يَضِفُّ ضَفًّا وَ ضَفَفًا الْقَوْمُ: تاماق، سۇ قاتارلىقلارنى ئېلىش ئۈچۈن قىستاشتى.

ضَفَفٌ: كەمبەغەل، نامرات، يوقسۇللۇق، موھتاجلىق.

ضَفَّازٌ: گەپ توشۇغۇچى، پىتنىخور، سۇخەنچى.

ضَفَّةٌ ج ضِفَافٌ: بىر توپ، بىر تۈركۈم، بىر بۆلۈك؛ قورغاق.

ضَفَّةٌ مِنَ النَّاسِ: بىر بۆلۈك كىشىلەر.

ضَفَّةُ النَّهْرِ: دەريا بويى.

ضِفَّةٌ ج ضِفَفٌ: قىرغاق.

ضِفَّةُ النَّهْرِ: دەريا بويى.

الضَّفَّةُ الْغَرْبِيَّةُ: غەربىي قىرغاق (ئىئوردان دەرياسىنىڭ غەربىي قىرغىقى).

ضَفَّرَ يُضَفِّرُ تَضْفِيرًا الشَّعْرَ: چاچنى ئۆرۈدى.

ضَفَنَ يَضْفِنُ ضَفْنًا بِالشَّيْءِ: نەرسىنى ئاتتى، تاشلىۋەتتى.

ضَفَنَتِ الدَّابَّةُ: ئۇلاغ تەپتى.

ضَفْوَةُ الْعَيْشِ: پاراۋان تۇرمۇش.

ضَفِيرَةٌ ج ضَفَائِرُ: ئۆرۈمە چاچ.

اَلضَّفِيرَةُ الشَّمْسِيَّةُ: قۇياش سىستېمىسى.

ضَفِيطٌ: باداڭ قورساق، ئەخمەق، دۆت، مەتو.

ضَكَّ يَضُكُّ ضَكًّا الْأَمْرُ فُلَانًا: باستى، سىقتى.

ضَكَّهُ: ئۇنى كۈچ بىلەن باستى.

ضَكَّهُ بِالْحُجَّةِ: پاكىت بىلەن يەڭدى، رەددىيە بەردى.

ضَكْلٌ: ئاز سۇ.

ضَلَالٌ . ضَلَالَةٌ: گۇمراھلىق، ئازغۇنلۇق.

«أَلَا إِنَّ الَّذِينَ يُمَارُونَ فِي السَّاعَةِ لَفِي ضَلَالٍ بَعِيدٍ» «قرآن»: بىلىڭلاركى، قىيامەت توغرۇلۇق مۇجادىلە قىلىدىغانلار ئەلۋەتتە چوڭقۇر گۇمراھلىقتىدۇر.

ضَلَعَ يَضْلَعُ ضَلْعًا الشَّيْءُ: ئېگىلدى.

ضَلَعَ عَلَى فُلَانٍ: پالانىغا بولىشىپ زۇلۇم قىلدى.

ضَلَعَ عَنِ الْحَقِّ: ھەقتىن ئاغدى، ئاداشتى.

ضَلُعَ يَضْلُعُ ضَلَاعَةً: ساغلام بولدى، كۈچلۈك بولدى.

ضَلِعَ يَضْلَعُ ضَلَعًا: قىڭغايدى، ئېگىلدى.

ضَلِعَ مَعَهُ: ئۇنىڭغا بولۇشتى.

ضِلْعٌ ج ضُلُوعٌ وَ أَضْلَاعٌ وَ أَضْلُعٌ: قوۋۇرغا، قوۋۇرغا سۆڭىكى؛ كۋادرات مېتىر.

ضِلْعٌ عَنِ الْبِطِّيخِ: بىر تىلىم قوغۇن.

ضِلْعٌ هَنْدَسِيٌّ: يان، يان تەرەپ.

مُتَاوِزِي الْأَضْلَاعِ: پاراللېل، تـۆت تەرەپلىك، پاراللېلوگرام.

كَتَمَ أَحْزَانَهُ بَيْنَ ضُلُوعِهِ: غەم- قايغۇسىنى ئىچىدە ساقلىدى.

ضَلْعٌ: ياردەملەشمەك.

ضَلَعَهُ مَعَهُ: ئۇ ئۇنىڭ بىلەن شېرىك.

ضَلَّ يَضِلُّ ضَلَالًا وَ ضَلَالَةً: ئـازدى، ئاداشتى، گۇمراھ بولدى.

ضَلَّ عَنِ الطَّرِيقِ: يولـدىن ئـازدى، خاتا يولغا كىردى.

﴿وَمَنْ يَعْصِ اللّٰهَ وَ رَسُولَهُ فَقَدْ ضَلَّ ضَلَالًا مُبِينًا﴾ «قرآن»: كىمكى، ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئاسىيلىق قىلسا، ھەقىقەتەن ئۇ ئوپئوچۇق ئازغان بولىدۇ.

ضَلَّ الشَّيْءُ عَنْهُ: يوقالدى، تۈگىدى.

ضَلَّعَ يُضَلِّعُ تَضْلِيعًا: ئەگدى، قىڭغايتتى.

ضَلَّلَ يُضَلِّلُ تَضْلِيلًا: ئـازدۇردى، ئاداشتۇردى، يولدىن چىقاردى.

ضَلَّةٌ: ئالدىدى، ساختا قىلدى.

ضَلِيلٌ ج ضَلِيلُونَ: ئازغۇن.

مَلِكٌ ضَلِّيلٌ: جاھىلىيەت دەۋرىدىكى مەشھۇر شائىر ئىمرىئۇل قەيسنىڭ لەقىمى.

ضُلْمَةٌ ج ضُلُمَاتٌ: قورۇغان، سەي، قىيما.

ضُلُوعٌ ج ضُلْعٌ: ئوي- دۆڭ يەر، ئېگىز-پەس يەر.

ضَلِيعٌ ج ضُلَعٌ: ساغلام، قاۋۇل، كۈچلۈك، كۈچتۈڭگۈر.

ضَلِيعُ الْفَمِ: ئېغىزى يوغان.

ضِمَادٌ وَ ضِمَادَةٌ ج ضَمَائِدُ وَ أَضْمِدَةٌ: بىنت (جاراھەت تاڭىدىغان)؛ كۆپ خوتۇنلۇق بولۇش؛ ئېڭىقچى، ئېڭىقچىلىق كەسىپى.

نَزَعَ الضِّمَادَةَ الَّتِي أَدَارَهَا عَلَى عَيْنَيْهِ: كۆزىنى ئېڭىپ قويغان ئېڭىقنى ئېچىۋەتتى.

ضِمَارٌ: ئىشەنچسىز ئىش.

مَالٌ ضِمَارٌ: قايتۇرۇۋالغىلى بولمايدىغان مال- مۈلۈك.

ضِمَامٌ: قىسقۇچ.

ضَمَانٌ ج ضَمَانَاتٌ م ضَمَانَةٌ: كېپىللىك قىلماق، ھۆددە قىلماق، كاپالەت؛ ۋەزىپە، مەجبۇرىيەت.

شِرْكَةُ الضَّمَانِ: سۇغۇرتا شىركىتى.

اَلضَّمَانُ الْجَمَاعِيّ: كوللېكتىپنىڭ بىخەتەرلىكى.

ضَمَانُهُ عَلَيَّ: مەن ئۇنىڭغا كاپالەتلىك قىلىمەن.

ضَمَانٌ لِمُدَّةِ عَامٍ: بىر يىللىق كاپالەتكە ئىگە.

ضَمَانَةٌ ج ضَمَانَاتٌ: كېپىللىك خەت، كاپالەتنامە.

ضَمَانَةٌ مَالِيَّةٌ: گۆرۈ پۇلى، رەنە پۇلى، كاپالەت پۇلى.

ضَمَجَ يَضْمُجُ ضَمْجًا جَسَدَهُ: بەدىنىگە خۇش پۇراق سۈركىدى.

ضَمَجَ بِالْأَرْضِ: يەرگە چاپلىشىۋالدى.

ضَمَجٌ: ئاپەت.

ضَمْجَةٌ ج ضَمَجٌ: چوسا.

ضَمَخَ يَضْمُخُ ضَمْخًا بِالطِّيبِ: خۇش پۇراق نەرسە سۈركىدى.

ضَمَخَ بِالتَّوَابِلِ: دورا-دەرمەك ئىشلەتتى.

ضِمْخَةٌ: خۇش پۇراق سۈرۈۋالماق؛ خوتۇن، ئايال؛ سېمىز چىشى تۆگە.

ضَمَدَ يَضْمُدُ / يَضْمِدُ ضَمْدًا الْجُرْحَ: جاراھەتنى تاڭدى، ئورىدى.

«ضَمَدَتِ الْمُمَرِّضَةُ جَرَاحَ الْمَرِيضِ»: سېسترا قىز ئاغرىقنىڭ يارىسىنى تاڭدى.

«ضَمَدَ بِالْمِنْدِيلِ دُمُوعَهُ»: ياغلىق بىلەن ياشلىرىنى سۈرتتى.

ضِمْدٌ: ئايالنىڭ ئاشنىسى.

ضَمَرَ وَ ضَمُرَ يَضْمُرُ ضُمُورًا الرَّجُلُ: كىشى ياداپ

كەتتى، ئورۇقلاپ كەتتى.

ضَمَرَ الشَّيْءُ: تارايدى، قىسقىرىدى، قورۇلدى.

ضَمَرَ جِسْمُهَا بِسَبَبِ الدَّاءِ: كېسەل سەۋەبى بىلەن ياداپ كەتتى.

ضُمْرٌ: ئورۇقلۇق، ياداڭغۇلۇق، سولغۇنلۇق.

ضَمْزٌ ج ضُمُوزٌ: تۆپىلىك، ئېگىزلىك.

ضَمَسَ يَضْمِسُ ضَمْسًا الشَّيْءَ: يوشۇرۇن چاينىدى.

ضَمْضَامٌ: تەمەخور، ئاچ كۆز.

ضَمْضَمَ يُضَمْضِمُ ضَمْضَمَةً الأَسَدُ: يولۋاس هۆركىرىدى.

ضَمْضَمٌ ج ضَمَاضِمُ: غەزەپلەنگەن يولۋاس، تويمىغۇر ئاچ كۆز، بېخىل.

ضَمَّ يَضُمُّ ضَمًّا الشَّيْءَ: يىغدى، توپلىدى، جەملىدى.

ضَمَّهُ: بىرلىككە كەلتۈردى.

ضَمَّ الأَعْدَادَ: سانلارنى قوشتى، كۆپەيتتى.

ضَمَّ إِلَى: قوشتى، ئۇلىدى.

«وَاضْمُمْ إِلَيْكَ جَنَاحَكَ» «قرآن»: قولۇڭنى يىغىۋالغىن.

ضَمَّ الْحَرْفَ: پەش ئوقۇدى.

«يَضُمُّ الْكِتَابُ عَدَدًا كَبِيرًا مِنَ الْقَصَائِدِ الْحَدِيثَةِ»: كىتاب زور بىر تۈركۈم قەسىدىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

«مَا إِنْ رَأَتْ وَلَدَهَا بَيْنَ الْمُسَافِرِينَ الْعَائِدِينَ حَتَّى ضَمَّتْهُ إِلَى صَدْرِهَا»: قايتىپ كەلگەن يولۇچىلار ئارىسىدا بالىسىنى كۆرۈپلا باغرىغا باستى.

ضَمٌّ، ضَمَّةٌ: پەش (ـُ).

ضَمَّةُ زُهُورٍ: گۈلدەستە.

«وَافَقَتِ الْهَيْئَةُ الإِدَارِيَّةُ عَلَى ضَمِّ أَعْضَاءٍ جُدُدٍ إِلَى جَمْعِيَّتِهَا»: باشقۇرۇش هەيئىتى ئۆزىنىڭ جەمئىيىتىگە يېڭى ئەزالارنى قوبۇل قىلىشقا قوشۇلدى.

ضَمُّ الصُّفُوفِ: سەپلەرنى بىرلىككە كەلتۈردى.

ضَمَّخَ يُضَمِّخُ تَضْمِيخًا بِالطِّيبِ: خۇش پۇراق نەرسە ئىشلەتتى.

«ضَمَّخَتْ شَفَتَيْهَا بِالْحُمْرَةِ الْفَاقِعَةِ»: لەۋ سۇرۇخى سۈرتۈۋالدى.

ضَمَّدَ يُضَمِّدُ تَضْمِيدًا الْجُرْحَ: جاراهەتنى پۇختا تاڭدى.

ضَمَّرَ يُضَمِّرُ تَضْمِيرًا الْفَرَسَ لِلسِّبَاقِ: ئاتنى چاپتۇرۇپ ئورۇقلاتتى، كۆندۈردى.

ضَمَّرَهُ: ئۇنى بويسۇندۇردى.

ضَمَّنَ يُضَمِّنُ تَضْمِينًا الشَّيْءَ: ئۆز ئىچىگە ئالدى؛ هۆددە قىلدى.

ضَمَّنَهُ: ئۇنى كېپىل قىلدى.

«ضَمَّنَ بَحْثَهُ آحْدَثَ النَّظَرِيَّاتِ فِي حَقْلِهِ»: ئىلمىي ماقالىسىگە ئۆز ساهەسىدىكى ئەڭ يېڭى نەزەرىيىلەرنى كىرگۈزدى.

ضَمِنَ يَضْمَنُ ضَمْنًا وَ ضَمَانًا الشَّيْءَ: كاپالەت بەردى، ۋەدە بەردى، كاپالەت قىلدى، كېپىل بولدى.

«لاَبُدَّ لِطَالِبِ الْبِعْثَةِ مِنْ كَفِيلٍ يَضْمَنُهُ قَبْلَ الإِلْتِحَاقِ بِجَامِعَتِهِ»: چەت ئەلگە چىقىدىغان ئوقۇغۇچىغا ئۇنىۋېرسىتېتقا كىرىشتىن بۇرۇن، ئۇنىڭغا كېپىللىك قىلىدىغان كېپىل بولۇش لازىم.

مَنْ يَضْمَنُ لَنَا أَنَّ الْوَضْعَ سَيَكُونُ غَدًا أَفْضَلَ مِمَّا هُوَ عَلَيْهِ الْيَوْمَ: ئەتىكى ۋەزىيەتنىڭ بۈگۈنكىدىن ياخشى بولۇشىغا كىم كېپىللىك قىلىدۇ.

ضِمْنٌ: ئىچى، تەركىبى قىسمى.

ضِمْنَ كَذَا: ...نىڭ ئىچىدە، ... نىڭ ئارىسىدا.

مَفْهُومٌ ضِمْنًا: مەزمۇنلۇق، مەنىلىك.

صِرَاحَةً أَوْ ضِمْنًا: ئاشكارا ياكى پۈرتىپ.

ضِمْنَهُ: ئۆز ئىچىدە.

مِنْ ضِمْنِهَا: ئۇ جۈملىدىن.

«يُفْهَمُ مِنْ ضِمْنِ كَلاَمِهِ أَنَّهُ غَيْرُ مُوَافِقٍ»: ئۇنىڭ

سۆزىدىن ئۇنىڭ قوشۇلمايدىغانلىقى چىقىدۇ.

«لَكَ أَنْ تَتَصَرَّفَ بِالْأَمْرِ ضِمْنَ مَا اتَّفَقْنَا»: ئىشنى سەن بىز كېلىشكەن دائىرە ئىچىدە ئىلىپ بارساڭ بولىدۇ.

ضِمْنًا: ئۆز ئىچىگە ئالماق، ئىچىدە بولماق، تەركىبىدە بولماق.

يَدُلُّ مَوْقِفُهُ عَلَى أَنَّهُ لاَيُؤَيِّدُ الْمَشْرُوعَ إِنْ لَمْ يُصَرِّحْ بِهِ: گەرچە ئۇ ئوچۇق دېمىگەن بولسىمۇ، ئۇنىڭ پوزىتسىيىسى ئۇنىڭ بۇ لايىھىنى قوللىمايدىغانلىقىنى ئاستىرتىن كۆرسىتىپ تۇرۇپتۇ.

ضِمْنِيٌّ: يوشۇرۇنچە، ئاستىرتتىن.

ضُمُورٌ: ئورۇقلۇق، ياداڭغۇلۇق، سولغۇنلۇق.

ضَمِيرٌ ج ضَمَائِرُ: ۋىجدان، قەلب.

حَيُّ الضَّمِيرِ: ۋىجدانلىق.

فَاقِدُ الضَّمِيرِ: ۋىجدانسىز.

مُسْتَرِيحُ الضَّمِيرِ: خاتىرجەم، بەخىرامان.

تَأْنِيبُ الضَّمِيرِ: روھىي ئازاب.

شَرِيعَةُ الضَّمِيرِ: تەبىئەت قانۇنى.

لاَ ضَمِيرَ عِنْدَهُ: ۋىجدانسىز.

عَذَابُ الضَّمِيرِ: ۋىجدان ئازابى.

ضَمِيلَةٌ ج ضَمَايِلُ: مېيىپ ئايال، توكۇر ئايال.

ضَمِيمٌ م ضَمِيمَةٌ ج ضَمَائِمُ: دوست، ئاغىنە، بۇرادەر، ھەمراھ، ئۇلپەت، شېرىك.

ضَمِينٌ ج ضُمَنَاءُ: كېپىل، مەسئۇل، جاۋابكار؛ خەزمەتچى.

ضَنَا يَضْنُو ضَنْوًا وَ ضَنًا نَصِيبُ فُلاَنٍ: پالانىنىڭ ھەسسىلىكى كۆپ بولدى.

ضَنَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال كۆپ بالىلىق بولدى.

ضَنَأَ يَضْنَأُ ضَنْأً وَ ضُنُوءًا الْمَالُ: مال كۆپەيدى.

ضَنَأَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال كۆپ بالىلىق بولدى.

ضَنَأَ فِي الْأَرْضِ: يول يۈردى.

ضَنْءٌ ج ضُنُوءٌ: نەسىل، ئەۋلاد، بالا ـ چاقا، ئەسلى.

ضَنَأَةٌ . ضُنَاءَةٌ: زۆرۈر، لازىم.

ضَنْطٌ: تار.

ضَنَطٌ: ماي؛ روھلۇق، شوخ، جانلىق؛ ھاكاۋۇر.

ضَنُكَ يَضْنُكُ ضَنَاكَةً: ئاجىزلاپ كەتتى، بوشاپ كەتتى؛ ناچارلىشىپ كەتتى.

ضَنُكَ عَيْشُهُ: تۇرمۇشى نامراتلىقتا ئۆتتى.

ضَنْكٌ: قىيىنچىلىق، كەمبەغەللىك، تارلىق.

عَيْشٌ ضَنْكٌ: قىيىن تۇرمۇش.

﴿وَمَنْ أَعْرَضَ عَنْ ذِكْرِي فَإِنَّ لَهُ مَعِيشَةً ضَنْكًا﴾ ‹قرآن›: كىمكى مېنىڭ زىكرىمدىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، ئۇنىڭ ھاياتى تار (يەنى، خاتىرجەمسىز) بولىدۇ.

ضَنَّ يَضَنُّ ضَنًّا وَ ضِنَّةً وَ ضَنَانَةً وَ مَضَنَّةً: بېخىللىق قىلدى.

ضَنَّ بِعِلْمِهِ: ئىلمىگە بېخىللىق قىلدى.

ضَنَّ بِوَقْتِهِ: ۋاقتىنى ئايىدى.

ضِنٌّ: ئەتىۋارلىق نەرسە، بىرىنىڭ كۆزى قىيمايدىغان نەرسە.

ضَنِّ: ماجالى قالمىغان، ئورۇق.

ضِنْوٌ / ضَنْوٌ: بالا ـ چاقا.

لَهُ ضَنْوٌ كَثِيرٌ: ئۇنىڭ بالا ـ چاقىسى جىق.

ضَنِيَ يَضْنَى ضَنًى وَ ضَنَاءً: ئاغرىقتىن جۇدەپ كەتتى، ياداپ كەتتى.

ضَنًى: ئاجىز، جۇدەڭ، ياداڭغۇ.

ضَنِينٌ ج أَضِنَّاءُ م ضَنِينَةٌ ج ضَنَائِنُ: بېخىل، پىخسىق.

﴿وَمَا هُوَ عَلَى الْغَيْبِ بِضَنِينٍ﴾ ‹قرآن›: ئۇ غەيبنى تەبلىغ قىلىشتا بېخىل ئەمەستۇر.

ضَنِيٌّ ج أَضْنِيَاءُ: كېسەل، ئاغرىق.

ضَهَبَ يَضْهَبُ ضَهْبًا اللَّحْمَ بِالنَّارِ: گۆشنى كاۋاپ

قىلدى.
ضَهَبَ يَضْهَبُ ضَهْوبًا الرَّجُلُ: كىچىككىپ ئۆستى،
ئاجىزلىدى.
ضَهْبُ الْقَوْمِ: قوۋمنىڭ چۆيرەندىسى.
ضَهَتَ يَضْهَتُ ضَهْتًا الشَّيْءَ: قاتتىق دەسسىدى.
ضَهَدَ يَضْهَدُ ضَهْدًا الرَّجُلَ: كىشىنى ئەزدى، زۇلۇم
قىلدى، ئازار بەردى، خارلىدى.
ضُهْدَةٌ: ئەزمەك، بويسۇندۇرماق، بوزەك قىلماق.
هُوَ ضُهْدَةٌ لِكُلِّ أَحَدٍ: ئۇنى ھەممە ئادەم بوزەك
قىلىدۇ.
ضَهَرَ يَضْهَرُ ضَهْرًا الْجَبَلَ: تاغقا ياماشتى، تاغقا
چىقتى.
ضَهْرٌ: تاشپاقا؛ چۇش، چۇش ۋاقتى.
ضَهْرٌ ج ضُهُورٌ: چوققا، تاغ چوققىسى؛ جىلغا،
ۋادى.
ضَهَزَ يَضْهَزُ ضَهْزًا ـــ هُ: ئۇنى قاتتىق دەسسىدى.
ضَهَزَتِ الدَّابَّةُ: ئۇلاغ قاتتىق دەسسىۋەتتى.
ضَهْلٌ: ئاز سۇ.
ضَهُولٌ ج ضُهُلٌ: تۇخۇم تۇغۇۋاتقان تۆگە قۇش.
ضَهِيَ يَضْهَى ضَهًا وَضَهًى ـ تِ الْمَرْأَةُ: ئايال
جىگىرىكىپ قالدى.
ضَهِيَتِ الْأَرْضُ: زېمىن چۆللىشىپ قالدى.
ضَهِيدٌ: قاتتىق.
ضَهِيٌّ: ئوخشاش، ئوخشاشلىق، ئوخشاپ
كېتىدىغان.
ضَوْءٌ ج أَضْوَاءٌ: نۇر، يورۇقلۇق.
ضَوْءُ الشَّمْسِ: كۈن نۇرى، ئاپتاپ.
ضَوْءُ الْقَمَرِ: ئاي يورۇقى، ئايدىڭ.
عَلَى ضَوْءِ كَذَا: ئاساسەن، بىنائەن، بويىچە.
شَهِدَ الضَّوْءَ فِي هَذِهِ الْحَيَاةِ: تۇغۇلدى، دۇنياغا
كەلدى؛ (نەشىردىن) چىقتى.
ضَوْءٌ أَمَامِيٌّ: (ماشىنىنىڭ) ئالدىنقى چىرىغى.
ضَوْءٌ خَلْفِيٌّ: (ماشىنىنىڭ) كەينى چىرىغى.
ضَوْءٌ جَانِبِيٌّ: (ماشىنىنىڭ) يان چىرىغى.
أَلْقَى الضَّوْءَ عَلَى الْمَوْضُوعِ: ماۋزۇنى يورۇتۇپ
بەردى.
«يُتَابِعُ بَحْثَهُ فِي ضَوْءِ النَّظَرِيَّاتِ الْحَدِيثَةِ»: تەتقىقاتىنى
يېڭى نەزەرىيىلەر بويىچە ئېلىپ بارماقتا.
«كَانَتِ الْمَدِينَةُ تَجْتَذِبُهُ بِأَضْوَائِهَا»: شەھەر ئۆزىنىڭ
يورۇقلۇقى بىلەن ئۇنى جەلپ قىلماقتا.
ضِوَاءٌ: نۇر، يورۇقلۇق، نۇرلۇق.
ضَوْئِيٌّ: نۇرلۇق، يورۇقلۇق، پارلاق.
اَلسَّنَةُ الضَّوْئِيَّةُ: يورۇقلۇق يىلى، نۇر يىلى.
إِشَارَاتٌ ضَوْئِيَّةٌ: ئوت نۇرى ئارقىلىق سىگنال
بەرمەك.
الْأَشِعَّةُ الضَّوْئِيَّةُ: نۇر، يورۇقلۇق.
ضَوْجٌ ج أَضْوَاجٌ: ۋادىنىڭ بۇرۇلۇش جايى،
بۇرۇلۇش نۇقتىسى.
ضَوْجَانٌ م ضَوْجَانَةٌ: مەھكەم، قاتتىق.
ضُورٌ: قارا بولۇت.
ضَوْرٌ . ضَوْرَةٌ: ئاچ، ئاچ قورساق.
ضُورَةٌ ج ضُوَرٌ: ئاجىز، بىچارە، كەمبەغەل.
ضَوْضَاءُ: شاۋقۇن ـ سۈرەن، غەلۋە ـ غوۋغا.
ضَوْضَى ج ضَاضِيءُ: شاۋقۇن ـ سۈرەن، غەلۋە ـ
غوۋغا.
ضَوِطَ يَضْوَطُ ضَوَطًا فَكُّهُ: تاكلاي سۆڭىكى ئېگىلىپ
قالدى.
ضَوْعٌ: تارقىلىش، يېيىلىش.
ضَوْعُ الرَّائِحَةِ: خۇش پۇراقنىڭ تارقىلىشى.
ضَوْنَةٌ ج ضِوَانٌ: كىچىك قىز.
ضَوَّءَ يُضَوِّءُ تَضْوِئَةً الْمِصْبَاحَ: چىراغ ياقتى.
ضَوَّءَ الْبَيْتَ: ئۆينى يورۇتتى.
«بَدَا النَّهَارُ كَأَنَّهُ يُضَوِّءُ بِالْقَمَرِ لَا بِالشَّمْسِ»: كۈندۈزى
قۇياش بىلەن ئەمەس، بەلكى ئاي بىلەن

يورۇغاندەك يورۇدى.

ضَوَّحَ يُضَوِّحُ تَضْوِيحًا اللَّبَنَ بِالْمَاءِ: سۈتكە سۇ ئارىلاشتۇرۇۋەتتى.

ضَوَّرَ يُضَوِّرُ تَضْوِيرًا الرَّجُلَ ضَيْفَهُ: مېھمىنىنى ئاچ قويدى.

ضَوَّرَةُ الْجُوعِ: ئاچلىقتىن ئىچلىرى تارتىشىپ كەتتى.

ضَوَّطَ يُضَوِّطُ تَضْوِيطاً الأَشْيَاءَ: توپلىدى، جەملىدى.

ضَوَّعَ يُضَوِّعُ تَضْوِيعًا: ھىدىنى كۆچەيتتى.

ضَوَى يَضْوِي ضَيًّا إِلَيْهِ: مايىل بولدى، قوشۇلدى.

ضَوِيَ يَضْوَى ضَوًى: ئاجىز بولدى، جۇدىدى.

ضِيَاءٌ: نۇر، يورۇقلۇق، نۇرلۇق.

«هُوَ الَّذِي جَعَلَ الشَّمْسَ ضِيَاءً وَّالْقَمَرَ نُورًا» ‹قرآن›: ئاللاھ قۇياشنى نۇر چاچقۇچى، ئاينى نۇرلۇق قىلىپ ياراتتى.

ضَيَاعٌ: يىتىپ كەتمەك، قولدىن كەتمەك، ھالاك بولماق.

ضِيَافَةٌ: مېھمان قىلماق، كۈتۈۋالماق، زىياپەت بەرمەك.

كَانَ فِي ضِيَافَتِهِ: ئۇنىڭ مېھماندارچىلىقىدا بولدى.

ضَيْحٌ: سۇ قوشۇلغان سۈت، ھەسەل.

ضَيْرٌ: زەرەر، زىيان.

لاَ ضَيْرَ: زىيىنى يوق، ھېچقىسى يوق.

﴿قَالُوا لاَ ضَيْرَ إِنَّا إِلَى رَبِّنَا مُنْقَلِبُونَ﴾ ‹قرآن›: سېھىرگەرلەر: «(بۇنىڭدىن بىزگە) ھېچ زىيان يوق، بىز ئەلۋەتتە پەرۋەردىگارىمىزنىڭ دەرگاھىغا قايتقۇچىلارمىز»، دېدى.

ضَيْضَاءُ: شاۋقۇن-سۈرەن، غەلۋە-غوۋغا.

ضِيزَى: ئادالەتسىز، ناھەق.

قِسْمَةٌ ضِيزَى: ئادالەتسىز تەقسىمات.

«تِلْكَ إِذَنْ قِسْمَةٌ ضِيزَى» ‹قرآن›: ئۇنداقتا بۇ ئادالەتسىز تەقسىماتتۇر.

ضَيْعٌ: يىتىپ كەتمەك، قولدىن كەتمەك، ھالاك بولماق.

ضَيْعَةٌ ج ضِيَاعٌ وَ ضِيَعٌ وَ ضَيْعَاتٌ: يەر-مۈلۈك، بايلىق؛ مەھەللە، كەنت.

ضَيْغَمٌ ج ضَيَاغِمُ: چىشلەيدىغان؛ يولۋاس.

ضَيْفٌ ج أَضْيَافٌ وَ ضُيُوفٌ وَ ضِيفَانٌ: مېھمان.

ضَيْفُ الشَّرَفِ: ئەزىز مېھمان.

﴿إِنَّ هَؤُلاَءِ ضَيْفِي فَلاَ تَفْضَحُونِ﴾ ‹قرآن›: بۇلار مېنىڭ مېھمىنىم، مېنى رەسۋا قىلماڭلار.

«مَنْ كَانَ يُؤْمِنُ بِاللهِ وَالْيَوْمِ الآخِرِ فَلْيُكْرِمْ ضَيْفَهُ» ‹حديث›: كىمكى ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشەنسە، مېھمىنىنى ھۆرمەت قىلسۇن.

إِكْرَامُ الضَّيْفِ: مېھمانىنى ھۆرمەتلەش.

حَلَّ ضَيْفًا عَلَى فُلاَنٍ: پالانىغا مېھمان بولدى.

ضِيفٌ ج أَضْيَافٌ: قىرغاق، گىرۋەك.

حَضَرَ مُؤْتَمَرًا بِوَصْفِهِ ضَيْفًا: يىغىنغا سىرتتىن قاتناشتى.

ضِيفُ الْوَادِي: ۋادىنىڭ يان تەرىپى.

ضِيفُ الْجَبَلِ: تاغ يامزلى.

ضَيْقٌ: كەمبەغەللىك، ئېغىرچىلىق، غەم، قايغۇ.

«وَلاَتَكُ فِي ضَيْقٍ مِمَّا يَمْكُرُونَ» ‹قرآن›: ئۇلارنىڭ ھىيلە-مىكرىسىدىن يۈرىكىڭ سىقىلمىسۇن.

ضِيقٌ: تار، تارلىق؛ غەم؛ قىيىنچىلىق.

ضِيقُ ذَاتِ الْيَدِ: قولى قىسقا، نامرات.

ضِيقُ الْوَقْتِ: ۋاقىتنىڭ زىچلىقى.

ضِيقُ الْمَكَانِ: جاينىڭ تارلىقى.

ضِيقُ النَّفَسِ: نەپەسنىڭ سىقىلىشى.

ضِيقُ الْمَقَامِ: ئورۇننىڭ تارلىقى.

«لاَ أَسْتَطِيعُ الإِطَالَةَ فِي الشَّرْحِ لِضِيقِ الْمَقَامِ»: ئورۇن تارلىق قىلىۋاتقاچقا ئۇزۇن چۈشەندۈرۈپ كېتەلمەيمەن.

ضَيْقَةٌ ج ضِيَقٌ وَ ضَيْقٌ: قىيىنچىلىق، يوقسۇللۇق،

ئوڭۇشسىزلىق.

ضِيقَةُ الْوَقُودِ: يېقىلغۇ قىسلىقى.

ضَيْكَلُ ج ضَيَاكِلُ وَ ضَيَاكَلَةٌ: چوڭ، بۈيۈك؛ يالىڭاچ؛ نامرات، كەمبەغەل.

ضَيْمٌ ج ضُيُومٌ: زۇلۇم، ئېزىش، خورلاش.

«لَا تُعْجِبُنِي إِقَامَةُ الرَّجُلِ الْكَرِيمِ عَلَى الضَّيْمِ الَّذِي لَا يَرْضَاهُ»: ئالىيجاناب ئادەمنىڭ خورلۇققا چىداپ تۇرۇشى ھەيران قالارلىق ئەمەس.

ضَيْوَنٌ ج ضَيَاوِنُ: ئەركەك مۈشۈك.

ضَيَّعَ يُضَيِّعُ تَضْيِيعًا الشَّيْءَ: يوقاتتى، قولدىن بەردى، زايە قىلدى.

ضَيَّعَهُ: سەل قارىدى، بىپەرۋالىق قىلدى؛ ۋەيران قىلدى، ھالاك قىلدى؛ بۇزۇپ قويدى.

ضَيَّعَ مِنْهُ: قولدىن بېرىپ قويدى، قولدىن كەتكۈزۈپ قويدى.

ضَيَّعَ حَقَّهُ: ھوقۇقىدىن مەھرۇم قىلدى.

«أَعْجَزُ النَّاسِ مَنْ عَجِزَ عَنْ إِكْتِسَابِ الإِخْوَانِ وَ أَعْجَزُ مِنْهُ مَنْ ضَيَّعَ مَنْ ظَفَرَ بِهِ مِنْهُمْ»: كىشىلەرنىڭ ئەڭ ئاجىزى دوست تېپىشتىن ئاجىز كەلگەن ئادەم، بار دوستلىرىنى قولدىن چىقىرىپ قويغان ئادەم ئۇنىڭدىنمۇ ئاجىز ئادەمدۇر.

ضَيَّفَ يُضَيِّفُ تَضْيِيفًا: مېھمان قىلدى، كۈتۈۋالدى.

«فَانْطَلَقَا حَتَّى إِذَا أَتَيَا أَهْلَ قَرْيَةٍ اسْتَطْعَمَا أَهْلَهَا فَأَبَوْا أَنْ يُضَيِّفُوهُمَا» «قۇرئان»: ئۇ ئىككىسى بىللە مېڭىپ بىر شەھەرگە يېتىپ كەلدى، شەھەر ئاھالىسىدىن تاماق سورىدى، شەھەر ئاھالىسى ئۇلارنى مېھمان قىلىشتىن باش تارتتى.

ضَيَّفَ الرَّجُلُ: قىڭغىر يولغا ماڭدى.

ضَيَّقَ يُضَيِّقُ تَضْيِيقًا: تارايتتى، قىسقارتتى.

ضَيَّقَ الْخَنَاقَ عَلَى فُلاَنٍ: ئەزدى، بوزەك قىلدى، زۇلۇم قىلدى.

ضَيَّقَ عَلَى الْعَدُوِّ: دۈشمەننى قورشىۋالدى.

ضَيَّقَ عَلَيْهِ: قىستى، سىقتى.

هَذَ الْحِذَاءُ ضَيَّقَ عَلَيْهِ: بۇ ئاياغ ئۇنىڭغا كىچىك كېلىپ قالدى.

ضَيَّقَ الْفَجْوَةَ بَيْنَهُمَا: ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى پەرقنى ئازايتتى.

«حَاوَلَتِ السَّلْطَاتُ أَنْ تُضَيِّقَ الْخَنَاقَ عَلَى الْعَنَاصِرِ الْمُعَارِضَةِ»: ھۆكۈمران دائىرىلەر قارشى كۈچلەرنى بېسىشقا ئۇرۇندى.

ضَيِّقٌ: تار، چەكلىك.

ضَيِّقُ الْعَقْلِ: كالتە پەم.

ضَيِّقُ الْخُلْقِ: چۇس، تېرىككەك، ئاچچىقى يامان.

# ط

ط «طا»: ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ 16 ـ ھەرپى بولۇپ ئەبجەد ھېسابىدا «9»نى كۆرسىتىدۇ.

طَاءَ يَطُوءُ وَ طَاءَ يَطَاءُ طَوْءًا: ئالدى ـ كەينىگە ماڭدى.

طَاؤُوسٌ ج طَوَاوِيسُ: توز.

طَابَ يَطِيبُ طِيْبًا وَ طَابًا وَ طِيْبَةً وَ تَطْيَابًا: ياخشى بولدى، ئوبدان بولدى، ئاق كۆڭۈل بولدى؛ لەززەتلىك بولدى.

طَابَ لَهُ: قانائەتلەندى، مەمنۇن بولدى.

طَابَ الْمَرِيْضُ: كېسەل ساقايدى.

طَابَ قَلْبُهُ: خۇشاللاندى.

طَابَتْ نَفْسُهُ: تولۇق قانائەت ھاسىل قىلدى.

طَابَ عَيْشُهُ: تۇرمۇشى باياشات بولدى، گۈزەل تۇرمۇش كەچۈردى.

طَابَ مَسَاؤُكُمْ: كەچلىكىڭلار خەيرلىك بولسۇن، خەيرلىك كەچ.

طَابَ عَنِ الشَّيْءِ نَفْسًا: ۋاز كەچتى.

طَابَ نَفْسُهُ عَنِ الدّخَانِ: تاماكىنى تاشلىدى.

طَابَ الْهَوَاءُ: ھاۋا ساپ بولدى.

طَابَ الطَّعَامُ: تاماق ئوخشىدى.

طَابَ لَهُ أَنْ يَفْعَلَ كَذَا: شۇنداق قىلىشنى ياقتۇردى.

«يَطِيبُ الطَّعَامُ عَلَى مَائِدَةِ الْأَصْدِقَاءِ»: دوستلار بىلەن بىللە يېگەن تاماق لەززەتلىك.

﴿سَلَامٌ عَلَيْكُمْ طِبْتُمْ فَادْخُلُوهَا خَالِدِينَ﴾ «قرآن»: سىلەرگە ئامانلىق بولسۇن، سىلەر (گۇناھلارنىڭ كىرلىرىدىن) پاك بولۇڭلار، جەننەتكە كىرىڭلار، (ئۇنىڭدا) مەڭگۈ قېلىڭلار.

طَابَاقٌ: قېلىن ئەينەك تاختا.

طَابَةٌ ج طَابَاتٌ: ھاراق؛ مەدىنىنىڭ بىر خىل ئاتىلىشى.

طَابِخٌ: قىزىتما كېسەللىكلىرى، كېزىك.

طَابِخَةٌ: بىر كۈن ئىچىدىكى ئەڭ ئىسسىق بولغان ۋاقىت.

طَابِعٌ ج طَابِعُونَ: ھەرپ تىزغۇچى، باسما ئىشچىسى، نابورچىك؛ خاراكتېر، مىجەز.

طَابِعٌ ج طَوَابِعُ: تامغا، مۆھۈر، ماركا.

طَابِعُ بَرِيْدٍ: پوچتا ماركىسى.

طَابِعُ الْحُسْنِ: گۈزەللىك مېڭى.

طَابِعٌ إِقْتِصَادِيٌّ: ئىقتىسادىي يۈزلىنىش.

طَبَعَهُ بِطَابِعِهِ: ئۇنىڭدا ئىزىنى قالدۇردى.

طَابِعٌ تِذْكَارِيٌّ: خاتىرە ماركىسى.

«هَذَا خِطَابٌ عَلَيْهِ طَابِعُ الْفَصَاحَةِ»: بۇ نۇتۇق پاساھەت خاراكتېرىنى ئالغان.

طَابِعَةٌ ج طَابِعَاتٌ: ئايال باسما ئىشچىسى، بېسىش ماشىنىسى.

طَابِعَةُ الْإِلِكْتِرُونِيَّةِ: ئېلېكترونلۇق بېسىش ماشىنىسى.

طَابِعَةٌ بِأَشِعَّةِ اللَّيْزِرِ: لازېر نۇرلۇق بېسىش ماشىنىسى.

طَابَقَ يُطَابِقُ مُطَابَقَةً: ماس كەلدى، مۇۋاپىقلاشتى، ئۇيغۇن كەلدى، ئۆزلەشتى؛ كۆتتى.

طَابَقَ عَلَى الْأَمْرِ: جاۋاب بەردى؛ ماقۇل كۆردى، ئىتىراپ قىلدى.

طَابِقٌ ج طَوَابِقُ وَ طَوَابِيقُ: قەۋەت؛ تاۋاق، ياپقۇچ، تۇۋاق، قاپقاق؛ ئېغىز.

طَابُورٌ ج طَوَابِيرُ: پولـــك (800دىــن 900گـــچە ئەسكەر بار توپ)؛ باتالليون.

اَلطَّابُورُ الْخَامِسُ: 5 ـ پولك.

طَابُورٌ مِنَ السَّيَّارَاتِ: ماشـــىنا ئەترىتـــى، ماشـــىنا كالوننىسى.

طَابُوقٌ ج طَوَابِيقُ: قىلىن ئەينەك تاختا.

طَابُونٌ ج طَوَابِينُ: ئوتدان.

طَابُونَةٌ: كىچىك تونۇر، ئوچاق.

طَابِيَةٌ ج طَوَابٍ: كىچىك قورغان، پوتەي.

طَاجِنٌ ج طَوَاجِنُ: تاۋا؛ تاۋان نان.

طَاحَ يَطُوحُ طَوْحًا الرَّجُلُ: ئازدى، ئاداشتى، ھالاك بولدى.

طَاحَ السَّهْمُ: ئوق خاتا كەتتى، نىشانغا تەگمىدى.

طَاحَتِ الْحُكُومَةُ: ھۆكـۈمەت تەختتىن چۈشۈپ، يېڭى ھۆكۈمەت تەختكە چىقتى.

طَاحَ يَطِيحُ طَيْحًا: يوقالدى، ھالاك بولدى، گۇمران بولدى.

طَاحِنٌ: تۈگمەنچى؛ شەپقەتسىز.

طَاحِنَةٌ ج طَوَاحِنُ: ئېزىق چىش.

حَرْبٌ طَاحِنَةٌ: دەھشەتلىك ئۇرۇش.

طَاحُونٌ. طَاحُونَةٌ ج طَوَاحِينُ: تـــۈگمەن، ئـــۈن تارتىش ماشىنىسى.

طَاحُونُ الرِّيحِ: شامال تۈگمىنى.

طَاحُونُ الْمَاءِ: سۇ تۈگمىنى.

دُولاَبُ طَاحُونِ الْمَاءِ: سۇ تۈگمىنىنىڭ چاقپىلىكى.

طَاحٍ م طَاحِيَةٌ: ئېگىز؛ ئېگىزلىك.

مِظَلَّةٌ طَاحِيَةٌ: چوڭ سايىۋەن.

طَاخَ يَطِيخُ طَيْخًا: تـۆھمەت قىلدى، سـۆز بىلەن ھۇجۇم قىلدى.

طَاخِيَةٌ: قاپقارا، تۇم قارا، قاپقاراڭغۇ.

طَادَ يَطُودُ طَوْدًا: مۇستەھكەم تـۇردى، بەرقارار تۇردى.

طَادٍ: ئېغىر، غالجىرلاشقان تۆگە.

طَارَ عَقْلُهُ: تەمتىرەپ قالدى، ھودۇقۇپ قالدى.

طَارَ طَائِرُهُ: غەزەپلەندى، ئاچچىقلاندى.

طَارَ قَلْبُهُ: ھەيران قالدى.

طَارَ لُبُّهُ: ئەقلىنى يوقاتتى.

طَارَ مِنَ الْفَرَحِ: گۈلقەقەلىرى ئېچىلىپ كەتتى.

طَارَ سُرُورًا: خۇشاللىقتىن سەكرەپ كەتتى.

طَارَ إِلَيْهِ: ئۇچقاندەك چاپتى.

طَارَتِ الطَّائِرَةُ: ئايروپىلان قوزغالدى.

طَارَ الشَّخْصُ: ھاۋادا سەپەر قىلدى.

طَارَ إِلَى كَذَا: ئالدىرىدى.

طَارَ غُرَابُهُ: چېچى ئاقاردى.

طَارَ النَّوْمُ مِنْ عَيْنِهِ: ئۇيقۇسى قاچتى.

طَارَتْ نَفْسُهُ شُعَاعًا: ھودۇقتى، پاراكەندە بولدى.

طَارَ الشَّعْرُ: چېچى ئۆستى.

طَارَ يَطِيرُ طَيْرًا وَ طَيَرَانًا وَ طَيْرُورَةً الطَّائِرُ: قۇش ئۇچتى.

طَارَ يَطُورُ طَوْرًا وَ طَوَرَانًا الشَّيْءَ: ئايلاندى، يېقىنلاشتى.

طَارَ الصِّيْتُ فِي النَّاسِ: خەلق ئىچىدە داڭقى چىقتى، مەشھۇر بولدى.

﴿وَلاَ طَائِرٍ يَطِيرُ بِجَنَاحَيْهِ إِلَّا أُمَمٌ أَمْثَالُكُمْ﴾ «قرآن»: مەيلى ئىككى قانىتى بىلەن ئۇچىدىغان ئۇچار قۇش بولسۇن، ھەممىسى سىلەرگە ئوخشاش ئۇممەتلەردۇر. (يەنى، ئاللاھ تەرىپىدىن يارىتىلغان مەخلۇقلاردۇر).

طَارِئٌ ج طُرَّاءٌ وَ طُرَآءُ: چەتتىن كەلگەن، سىرتتىن قوشۇلغان؛ تاسادىپىي، تۇشتۇمتۇت.

طَارِئَةٌ ج طَوَارِئُ: ئاپەت، ھادىسە؛ جىددىي ئىش، كۆتۈلمىگەن ئىش.

ظُرُوفٌ طَارِئَةٌ: جىددىي شارائىت.

حَالَةُ الطَّوَارِئِ: جىددىي ھالەت.

قِسْمُ الطَّوَارِئِ: جىددىي بۆلۈم، جىددىي قۇتقۇزۇش بۆلۈمى.

طَوَارِئٌ جَوِّيَّةٌ: بالايىئاپەتلىك ئاتموسفېرا ئەھۋالى.

قَانُونُ الطَّوَارِئِ: جىددىي ھالەت قانۇنى، ۋاقىتلىق قانۇن.

إِحْتِيَاطُ الطَّوَارِئِ: جىددىي مۇدابىئە.

طَارٌ ـ طَارَةٌ: داپ.

طَارَةُ الْجَنَازِيرِ: چىشلىق چاق.

طَارَةُ الْقُشَاطِ: چىغرىق، غالتەك.

طَارَحَ يُطَارِحُ مُطَارَحَةً الأَسْئِلَةَ: تالاش ـ تارتىش قىلىشتى، سوئال ـ جاۋاب قىلىشتى.

طَارَحَهُ الْكَلاَمَ: مۇھاكىمە قىلىشتى.

طَارَحَهُ الْغَرَامَ: ياخشى كۆرۈشۈپ قېلىشتى.

طَارَحَ فُلاَنًا الشِّعْرَ: ... غا شېئىر ئېيتتى.

طَارَدَ يُطَارِدُ مُطَارَدَةً: ئارقىسىدىن قوغلىدى، ئىز قوغلىدى.

«طَارَدَ الشُّرْطِيّ اللِّصَّ حَتَّى أَمْسَكَ بِهِ»: ساقچى ئوغرىنى قوغلاپ ئاخىر تۇتۇۋالدى.

طَارِدٌ: قوغلىغۇچى، سۈرگۈن قىلغۇچى.

﴿وَمَا أَنَا بِطَارِدِ الْمُؤْمِنِينَ﴾ «قرآن»: مەن مۇئمىنلەرنى قوغلىۋەتمەيمەن.

اَلْقُوَّةُ الْمَرْكَزِيَّةُ الطَّارِدَةُ: مەركەزدىن قاچقۇچى كۈچ.

طَارٌّ: بۇرۇتى خەت تارتقان يىگىت.

طَارِطٌ: دۆت، كالۋا، گالۋاڭ.

طَارِفٌ ج طَرَفَةٌ: ئېرىشكەن، يېڭى، يېڭىلىق.

طَارِفَةٌ ج طَوَارِفُ: كۆز.

طَارِقٌ ج طُرَّاقٌ وَ أَطْرَاقٌ وَ طَارِقُونَ: ئۇرغۇچى، سوققۇچى، چەككۈچى، كېچىدە كەلگۈچى.

طَارِقٌ ج طَوَارِقُ: يۇلتۇز.

﴿وَمَا أَدْرَاكَ مَا الطَّارِقُ النَّجْمُ الثَّاقِبُ﴾ «قرآن»: تارىقنىڭ نېمىلىكىنى بىلەمسەن؟ ئۇ يورۇق يۇلتۇزدۇر.

جَبَلُ طَارِقٍ: جەبەلى تارىق، جەبەلى تارىق بوغۇزى.

طَارِقَةٌ ج طَوَارِقُ وَ طَارِقَاتٌ: ئاپەت، بالايىئاپەت؛ ئۇرۇق، قەبىلە؛ ئولتۇرىدىغان جاي، ئورۇندۇق؛ رەمچى ئايال.

طَارِمَةٌ ج طَوَارِمُ وَ طَارِمَاتٌ: ياغاچ ئۆي.

طَازِجٌ: يېڭى، يېپيېڭى.

خُضَارٌ طَازِجٌ: يېڭى ئوتياش.

طَعَامٌ طَازِجٌ: يېڭى تاماق.

سَمَكٌ طَازِجٌ: يېڭى بېلىق.

فَاكِهَةٌ طَازِجَةٌ: يېڭى مېۋە.

طَاسَ يَطُوسُ طَوْسًا الْوَجْهُ: چىرايى گۈزەل بولدى.

طَاسَ الشَّيْءُ: دەسسىدى، چېقىۋەتتى، سۇندۇردى.

طَاسَ يَطِيسُ طَيْسًا الشَّيْءُ: كۆپەيدى، ئاۋۇدى.

طَاسٌ ج طَاسَاتٌ: جام، رومكا، قەدەھ.

طَاشَ يَطِيشُ طَيْشًا السَّهْمُ عَنِ الْغَرَضِ: ئوق نىشاندىن قايرىلىپ كەتتى.

طَاشَ عَقْلُهُ: ئەقلىنى يوقاتتى، خاتالاشتى.

طَاطَوَى: كاككۇك.

طَاعَ يَطُوعُ طَوْعًا: بويسۇندى، ئىتائەت قىلدى.

طَاعَ يَطِيعُ طَيْعًا: بويسۇندى، ئىتائەت قىلدى، بۇيرۇقنى ئىجرا قىلدى.

طَاعَةٌ: بويسۇنماق، ئىتائەت قىلماق.

طَاعَةٌ عَمْيَاءُ: قارىغۇلارچە ئەگىشىش.

عَدَمُ الطَّاعَةِ: ئىتائەت قىلماسلىق.

﴿قُلْ لاَ تُقْسِمُوا طَاعَةٌ مَعْرُوفَةٌ﴾ «قرآن»: ئېيتقىنكى، قەسەم قىلماڭلار، (قەسەمىڭلار يالغان، سىلەردىن تەلەپ قىلىنىدىغىنى) ساداقەتلىك بىلەن ئىتائەت قىلىشتۇر.

سَمْعًا وَ طَاعَةً: بۇيرۇققا بويسۇنماق؛ پەرمانبەردارمەن.

طَاعِمٌ ج طَعَمَةٌ: ئىشتىھاسى ياخشى ئادەم.

طَاعَنَ يُطَاعِنُ مُطَاعَنَةً: ئۆزئارا ئەيىبلەشمەك.

طَاعِنٌ: سانجىغۇچى، تۆھمەت قىلغۇچى، تەنە قىلغۇچى.

طَاعِنٌ فِي السِّنِّ: قېرى، ياشىنىپ قالغۇچى.

طَاعُونٌ ج طَوَاعِينُ: ۋابا، تارقىلىشچان كېسەل.

طَاعُونٌ رِئَوِيٌّ: تارقىلىشچان ئۆپكە ياللۇغى.

طَاعُونُ الْمَوَاشِي: چاھارپايلار يۇقۇملۇق كېسەللىكى.

طَاعُونٌ دَبْلِيٌّ: چۇما، تائۇن، قارىداپ ئۆلۈش كېسىلى.

«إِذَا سَمِعْتُمُ الطَّاعُونَ بِأَرْضٍ فَلَا تَدْخُلُوهَا» «حديث»: بىرەر جايدا ۋابا يۈز بەرگەنلىكىنى ئاڭلىساڭلار، ئۇ جايغا كىرمەڭلار.

طَاعٍ: ئىتائەتچان، بويسۇنغۇچى.

طَاغُوتٌ ج طَوَاغٍ وَ طَوَاغِيتُ: شەيتان؛ بۇت، ئاسىي.

﴿أُعْبُدُوا اللهَ وَاجْتَنِبُوا الطَّاغُوتَ﴾ «قرآن»: ئاللاھقا ئىبادەت قىلىڭلار، شەيتاندىن يىراق بولۇڭلار.

طَاغٍ: ھەددىدىن ئاشقۇچى، تېشىپ كەتكۈچى.

طَاغٍ ج طُغَاةٌ وَ طَاغُونَ م طَاغِيَةٌ: زومىگەر، زالىم، مۇستەبىت.

اَلطَّاغِي النَّوَوِيّ: يادرو زومىگەرى.

الطَّاغِيَةُ ج طَوَاغٍ: چاقماق، گۈلدۈرماما.

﴿فَأَمَّا ثَمُودُ فَأُهْلِكُوا بِالطَّاغِيَةِ﴾ «قرآن»: سەمۇد بولسا ئادەتتىن تاشقىرى قاتتىق ئاۋاز بىلەن ھالاك قىلىندى.

طَافَ يَطُوفُ طَوْفًا وَ طَوَافًا وَ طَوَفَانًا بِالْمَكَانِ: مەلۇم جاينى تاۋاپ قىلدى، زىيارەت قىلدى، ئايلاندى.

طَافَ فِي الْبِلَادِ: شەھەرلەرنى سەيلە قىلدى، ساياھەت قىلدى.

طَافَ بِالْكَعْبَةِ: كەئبىنى تاۋاپ قىلدى.

طَافَ بِهِ الْخَيَالُ: چۈش كۆردى، خام-خىيال قىلدى.

طَافَ النَّهْرُ: سۇ تاشتى، يامراپ كەتتى.

طَافَ بِأَنْظَارِهِ: قاراپ چىقتى، كۆزدىن كەچۈردى.

طَافَ عَلَى وَجْهِ الْمَاءِ: سۇ ئۈزدى، سۇ ئۈستىدە لەيلىدى.

طَافَ بِهِ الْكَرَى: مۈگدىدى.

طَافِيءٌ: ئوت ئۆچۈرگۈچى.

طَافِحٌ ج طَافِحَةٌ: تولۇپ تاشقان، توشۇپ كەتكەن، تېشىپ كەتكەن.

طَافِحٌ بِشْرًا: شاد-خۇرام، خۇشال كەيپىيات.

طَافِحَةٌ ج طَوَافِحُ: قۇرغاق، گىياھ ئۈنمەس يەر.

طَافِرٌ: سەكرىگۈچى.

طَافِشٌ: ئاچ قورساقلىقتىن تۇرالمىغان ئادەم.

طَاقَّةٌ ج طَوَاقٌّ: گۈللۈك چۆرىسىدىكى ئېھاتە تام؛ تاغ باغرى.

اَلطَّافِي ج طُفَاةٌ: سۇ ئۈستىدە لەيلەپ قالغۇچى.

اَلطَّافِي مِنَ السَّمَكِ: سۇ ئۈستىدە لەيلەپ قالغان ئۆلۈك بېلىق.

طَافِيَةٌ ج طَوَافٍ: كۆچمە مۇز؛ شۇرمەل.

طَاقَ يَطُوقُ طَوْقًا: تاقەت قىلدى، چىدىدى؛ بەرداشلىق بەردى.

طَاقٌ ج طِيقَانٌ وَ طَاقَاتٌ: ئەگمە ئىشىك، ئەگمە بىنا؛ قاتلام، قەۋەت.

طَاقَةٌ ذَاتِيَّةٌ: ئىچكى ئېنېرگىيە.

طَاقَةٌ دَاخِلِيَّةٌ: ئىچكى ئېنېرگىيە.

طَاقَةٌ: قۇدرەت، قابىلىيەت، كۈچ-قۇۋۋەت، چىدام؛ بىر باغلام، بىر تۇتام؛ كىچىك پەنجىرە، دېرىزە.

طَاقَةٌ الذَّرِّيَّةِ: ئاتوم ئېنېرگىيىسى.

﴿رَبَّنَا وَلَاتُحَمِّلْنَا مَا لَاطَاقَةَ لَنَا بِهِ﴾ «قرآن»:

پەرۋەردىگارىمىز كۆچىمىز يەتمەيدىغان
نەرسىنى بىزگە ئارتمىغىن.

الطَّاقَةُ الْمُخْتَزَنَةُ فِي النَّوَاةِ: يادرو ئېنېرگىيىسى.

عَلَى قَدْرِ الطَّاقَةِ: كۈچىنىڭ يېتىشىچە، كۈچى
يەتكەن دائىرىدە.

عَمِلَ جِدَّ طَاقَتِهِ: بارلىق كۈچىنى چىقاردى.

طَاقَةُ الْأَنْفِ: بۇرۇن تۆشۈكى.

طَاقَةُ الْعِرْنَيْنِ: بۇرۇن تۆشۈكى.

«فَتَحَ لِيْ طَاقَةً مِنَ الْعَمَلِ»: ماڭا ئۇمىد ئېلىپ
كەلدى.

«قَدَّمَ لِوَالِدَتِهِ طَاقَةً مِنَ الزَّهْرِ»: ئانىسىغا بىر دەستە
گۈل تەقدىم قىلدى.

طَاقَةٌ كَامِنَةٌ: يوشۇرۇن كۈچ.

«تُسْتَخْدَمُ الطَّاقَةُ الْكَهْرَبَائِيَّةُ فِي الْإِنَارَةِ وَالصِّنَاعَةِ»:
توك يورۇتۇش ۋە سانائەتتە ئىشلىتىلىدۇ.

طَاقَةٌ إِنْتَاجِيَّةٌ: ئىشلەپچىقىرىش كۈچى.

طَاقِمُ الطَّائِرَةِ: ئايروپىلان خادىملىرى.

طَاقِمُ السَّفِينَةِ: پاراخوتنىڭ بىر يۈرۈش
خادىملىرى.

طَاقِيَةٌ ج طَوَاقِيٌّ: باش كىيىم، كۆلاھ، تەقىيە.

طَاقِيَةُ النَّوْمِ: ئۇيقۇ بۆكى، پوسما.

طَالَ يَطُولُ طَوْلًا: ئۇزىرىدى، سوزۇلدى.

﴿فَطَالَ عَلَيْهِمُ الْأَمَدُ فَقَسَتْ قُلُوبُهُمْ﴾ «قرآن»:
زامانىنىڭ ئۇزىرىشى بىلەن ئۇلارنىڭ دىللىرى
قېتىپ كەتتى.

«خَيْرُ النَّاسِ مَنْ طَالَ عُمْرُهُ وَحَسُنَ عَمَلُهُ» «حديث»:
كىشىلەرنىڭ ياخشىسى ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرگەن،
ئەمەللىرى ياخشى بولغان كىشىلەردۇر.

طَالَ الزَّمَنُ: ۋاقىت ئۇزىرىدى.

طَالَتِ الشَّجَرَةُ: دەرەخ ئۆستى.

طَالَبَ يُطَالِبُ مُطَالَبَةً: تەلەپ قىلدى.

طَالَبَ بِحَقِّهِ: ھەققىنى تەلەپ قىلدى.

طَالِبٌ ج طُلَّابٌ وَ طَلَبَةٌ: تەلەپ قىلغۇچى،
ئىزدىگۈچى، ئىزدەنگۈچى؛ ئىلتىماس
قىلغۇچى؛ ئوقۇغۇچى، شاگىرت.

طَالِبُ عِلْمٍ: ئىلىم تەلەپ قىلغۇچى.

طَالِبٌ جَامِعِيٌّ: ئالىي مەكتەپ ئوقۇغۇچىسى،
ستۇدېنت.

طَالِبُ الدِّرَاسَاتِ الْعُلْيَا: ئاسپىرانت.

﴿لَا يَسْتَنْقِذُوهُ مِنْهُ ضَعُفَ الطَّالِبُ وَالْمَطْلُوبُ﴾
«قرآن»: ئۇنى چىۋىندىن تارتىپ ئالالمايدۇ.
بۇتمۇ ۋە (ئۇنىڭغا) چوقۇنغۇچىمۇ ئاجىزدۇر.

طَالِبُ الزَّوَاجِ: توي تەلىپىنى قويغۇچى.

«فِي جَامِعَتِنَا كَثِيرٌ مِنَ الطُّلَّابِ الْأَجَانِبِ»:
ئۇنىۋېرسىتېتىمىزدا نۇرغۇن چەت ئەللىك
ئوقۇغۇچىلار بار.

طَالَعَ يُطَالِعُ مُطَالَعَةً الشَّيْءَ: نەرسىگە داۋاملىق
قارىدى.

طَالِحٌ ج طَالِحُونَ وَ طُلَّاحٌ: يامان، ئەسكى، ناچار،
ئەخلاقسىز، بۇزغۇنچى.

طَالَعَ الْكِتَابَ: كىتابنى ئوقۇدى، ئۆگەندى.

طَالَعَ بِالْأَمْرِ: خەۋەردار قىلدى، چۈشەندۈردى.

طَالِعٌ ج طَوَالِعُ: پالچى، قۇر سالغۇچى، مۇنەججىم؛
ئۆرلىگۈچى، تەلەي.

حُسْنُ الطَّالِعِ: تەلەيلىك، بەختلىك.

سَيِّءُ الطَّالِعِ: تەلەيسىز، بەختسىز.

كَشَفَ عَنِ الطَّالِعِ: پال سالدى.

طَالِقٌ ج طَوَالِقُ: تالاق قىلغۇچى.

إِمْرَأَةٌ طَالِقٌ: (ئەردىن) ئاجراشقان ئايال.

طَالَمَا: پەقەت؛ كۆپ قېتىم.

«أُمْكُثْ هُنَا طَالَمَا تُحِبُّ ذَالِكَ»: خالىسىڭىز بىسۇ
يەردە قېلىپ قېلىڭ.

طَامَ يَطِيمُ طَيْمًا: ياخشى ئىشلىدى.

طَامِثٌ ج طَوَامِثُ: ھەيز كۆرگۈچى، ھەيزدار ئايال.

طَامِحٌ ج طُمَّحٌ وَ طَوَامِحُ: ئىرادىلىك، ئۈمىدۋار؛ ئاچ كۆز، تەمەخور.

طَامِرٌ ج طَمَرَةٌ وَ طُمَّارٌ وَ طُمَّرٌ: نامسىز.

طَامِرٌ ج طَوَامِرُ: بۈرگە.

طَامِسٌ ج طَوَامِسُ: يىراق.

طَرِيْقٌ طَامِسٌ: يىراق يول.

نَجْمٌ طَامِسٌ: ئۆچكەن يۇلتۇز.

رَجُلٌ طَامِسُ الْقَلْبِ: نىيىتى بۇزۇق ئادەم.

طَامِعٌ: تەمەخور، ئاچ كۆز، نەپسانىيەتچى.

طَامَّةٌ ج طَامَّاتٌ: ئاپەت، بالايىئاپەت.

اَلطَّامَّةُ: قىيامەت كۈنى.

﴿فَإِذَا جَاءَتِ الطَّامَّةُ الْكُبْرَى﴾ «قۇرئان»: قىيامەت كەلگەندە.

«إِعْتَبَرَ فَشَلَهُ طَامَّةً كُبْرَى»: مەغلۇبىيىتىنى چوڭ مۇسىبەت ھېسابلىدى.

طَامُورٌ ج طَوَامِيْرُ: يۆگىمە رەسىم، تومار.

طَامٍ: تاشقىن، كەلكۈن، سەل.

طَانَ يَطِيْنُ طِيْنًا الْحَائِطَ: تامنى سۇۋىدى.

طَانٍ (الطَانِي) ج طُنَاةٌ: زىنا قىلغۇچى، بۇزۇقچىلىق قىلغۇچى.

طَاهِرٌ ج أَطْهَارٌ: پاك-پاكىز.

طَاهِرُ الذِّمَّةِ: توغرا، ئادىل، ھەققانىي؛ ساپ.

طَاهِرُ الذَّيْلِ: گۇناھسىز، ئەيىبسىز، ئىپپەتلىك، ئەخلاقلىق.

طَاهِرُ الْقَلْبِ: سادىق، ۋاپادار، دىيانەتلىك.

حُبٌّ طَاهِرٌ: پاك مۇھەببەت، ھەقىقىي مۇھەببەت.

«كَانَ طَاهِرَ الْجِسْمِ وَالنَّفْسِ وَالثِّيَابِ»: ئۇ جىسمانىي، روھىي ۋە كىيىم جەھەتتىن پاك ئىدى.

طَاهِرَةٌ ج طَوَاهِرُ مِنَ النِّسَاءِ: ئاياللارنىڭ ھەيزدىن خالىي مەزگىلى.

طَاهِلٌ: ئۆزگىرىپ قالغان سۇ.

طَاهٍ ج طُهَاةٌ م طَاهِيَةٌ ج طَوَاهٍ وَ طَاهِيَاتٌ: ئاشپەز.

طَاوَحَ يُطَاوِحُ مُطَاوَحَةً فُلَانًا بِكَذَا: ئۆزئارا ئېتىشتى.

طَاوَعَ يُطَاوِعُ مُطَاوَعَةً: بويسۇندى، ئىتائەت قىلدى.

طَاوَلَ يُطَاوِلُ مُطَاوَلَةً: ئارقىغا سۈردى، كەينىگە سۈردى.

طَاوِلَةٌ: ئۈستەل، جوزا، شىرە.

لُعْبَةُ الطَّاوِلَةِ: تېنىس توپ ئويۇنى.

طَاؤُوسٌ ج طَوَاوِيْسُ: توز.

طَاوِيٌ ج طُوَاةٌ: ئاچ، ئاچ قورساق.

«كَانَ رَسُولُ اللهِ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَبِيْتُ اللَّيَالِي الْمُتَتَابِعَةَ طَاوِيًا»: رەسۇلۇللاھ ئۇدا نەچچە كۈن ئاچ قورساق يېتىپ قالاتتى.

طَايَبَ يُطَايِبُ مُطَايَبَةً: چاقچاقلاشتى، ئويناشتى، كۆڭۈل ئېچىشتى.

طَايَرَ يُطَايِرُ مُطَايَرَةً: ئۇچۇردى.

طَائِخٌ: ئەخمەق، پاسكىنا.

طَائِرٌ ج طَيْرٌ وَ طُيُورٌ وَ أَطْيَارٌ: قۇش، ئۇچقۇچى، ئۇچىدىغان، ئۇچار قانات؛ ئەمەل.

طَائِرُ الْفِرْدَوْسِ: تورغاي.

طَائِرُ النَّوْءِ: دېڭىز قارلىغىچى.

الطُّيُوْرُ الْجَارِحَةُ: ئوۋ قۇشلىرى.

طَائِرُ الصِّيْتِ: مەشھۇر، ئاتاقلىق.

﴿وَكُلَّ إِنْسَانٍ أَلْزَمْنَاهُ طَائِرَهُ فِي عُنُقِهِ﴾ «قۇرئان»: ھەربىر ئىنساننىڭ ئەمەلىنى ئۇنىڭ بويىنىغا ئېسىپ قويىمىز. (يەنى، ئىنساننىڭ قىلغان ھەرقانداق ئەمەلى خۇددى بويۇنچاق بويۇندىن ئايرىلمىغاندەك ئۇنىڭدىن ھەرگىز ئايرىلمايدۇ. شۇنىڭغا يارىشا جازا بېرىلىدۇ).

مَيْمُوْنُ الطَّائِرِ: بەختلىك، بەختىيار.

عَلَى الطَّائِرِ الْمَيْمُوْنِ: ئاق يول بولسۇن، ئامان بولۇڭ.

هَدَّأَ طَائِرَهُ: كۆڭلىنى ياسىدى، تەسەللى بەردى.

أَكَلَ شَيْئًا عَلَى الطَّائِرِ: ھاپىلا ـ شاپىلا يېدى.

طَائِرَةٌ ج طَائِرَاتٌ: ئايروپىلان.

طَائِرَةُ الرُّكَّابِ: پاسسازىر ئايروپىلانى.

الطَّائِرَةُ الْقَاذِفَةُ الْقَنَابِلَ: بومباردىمانچى ئايروپىلان.

طَائِرَةُ الْهُجُومِ: ھۇجۇمچى ئايروپىلان.

طَائِرَةُ الْمُقَاتِلِ: قىرغۇچى ئايروپىلان.

طَائِرَةُ الْإِسْتِكْشَافِ: رازۋېدكا ئايروپىلانى.

طَائِرَةُ إِسْتِطْلَاعٍ بَعِيدَ الْمَدَى: يىراق مۇساپىلىك رازۋېدكا ئايروپىلانى.

طَائِرَةٌ نَفَّاثَةٌ: رېئاكتىپ ئايروپىلان.

طَائِرَةُ الْمُطَارِدَةِ: قوغلىغۇچى ئايروپىلان.

طَائِرَةُ الْأُسْطُولِ: فلوت ئايروپىلانى.

طَائِرَةٌ عَمُودِيَّةٌ أَوْ صَوَّامَةٌ: تىك ئۇچار ئايروپىلان.

طَائِرَةٌ مَائِيَّةٌ: سۇ ئۈستى ئايروپىلانى.

طَائِرَةُ إِسْعَافٍ: قۇتقۇزۇش ئايروپىلانى.

طَائِرَةٌ بِلَاطَيَّارٍ: ئۇچقۇچىسىز ئايروپىلان.

طَائِرٌ كَشَّافَةٌ: رازۋېدكا ئايروپىلانى.

طَائِرَةُ النَّقْلِ: يۈك ئايروپىلانى، ترانسپورت ئايروپىلانى.

طَائِرَةُ الشَّحْنِ: يۈك ئايروپىلانى، ترانسپورت ئايروپىلانى.

طَائِرَةٌ بِدُونِ طَيَّارٍ: ئۇچقۇچىسىز ئايروپىلان.

طَائِرَةٌ ذَاتَ سَطْحٍ وَاحِدٍ: تاق قاناتلىق ئايروپىلان.

طَائِرَةٌ ذَاتَ سَطْحَيْنِ: قوش قاناتلىق ئايروپىلان.

طَائِرَةٌ سَحَّابَةٌ أَوْ شِرَاعِيَّةٌ: پىلانېر.

طَائِرَةٌ صَارُوخِيَّةٌ: راكېتاسىمان ئايروپىلان.

طَائِرَةُ الصِّبْيَانِ: لەگلەك.

طَائِرَةُ الْإِنْقِضَاضِ: شۇڭغۇغۇچى ئايروپىلان.

طَائِرَةٌ شِرَاعِيَّةٌ: پىلانېر (ھاۋا تەنھەرىكىتىدە ئىشلىتىلىدىغان موتورسىز ئايروپىلان).

طَائِرَةٌ مَدَنِيَّةٌ: خەلق ئاۋئاتسىيىسى.

طَائِرَةٌ عَسْكَرِيَّةٌ: ھەربىي ئايروپىلان.

سَافَرَ بِالطَّائِرَةِ: ئايروپىلان بىلەن سەپەر قىلدى.

حَامِلَةُ الطَّائِرَاتِ: ئاۋىئاماتكا.

طَائِشٌ ج طَائِشُونَ: شاللاق، يەڭگىل، تەنتەك؛ دۆت.

طَائِعٌ ج طَائِعُونَ وَ طُوَّعٌ: ئىتائەت قىلغۇچى، بويسۇنغۇچى.

﴿فَقَالَ لَهَا وَلِلْأَرْضِ ائْتِيَا طَوْعًا أَوْ كَرْهًا قَالَتَا أَتَيْنَا طَائِعِينَ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ ئاسمان بىلەن زېمىنغا: «ئىختىيارى ياكى ئىختىيارسىز ھالدا كېلىڭلار (يەنى، ئەمرىمىزگە بويسۇنۇڭلار)»، دېدى. ئىككىلىسى «ئىختىيارى كەلدۇق»، دېدى.

طَائِفٌ: خىيال، ئارزۇ؛ خام ـ خىيال.

طَائِفٌ ج طَائِفُونَ: ئايلانغۇچى، چۆرگىلىگۈچى، تاۋاپ قىلغۇچى.

﴿إِنَّ الَّذِينَ اتَّقَوْا إِذَا مَسَّهُمْ طَائِفٌ مِنَ الشَّيْطَانِ تَذَكَّرُوا فَإِذَا هُمْ مُبْصِرُونَ﴾ «قۇرئان»: تەقۋادار كىشىلەر شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسىگە ئۇچرىسا، ئاللاھنى ئەسلەيدۇ ـ دە، ھەقىقەتنى كۆرۈۋېلىپ، (شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسىدىن) خالاس بولىدۇ.

طَائِفَةٌ ج طَوَائِفُ وَ طَائِفَاتٌ: گۇرۇھ، جامائە، تائىپە، بىر پارتىيىنىڭ ئادەملىرى، بىر گۇرۇھنىڭ ئادەملىرى، مەسلەكداش.

﴿وَلْيَشْهَدْ عَذَابَهُمَا طَائِفَةٌ مِنَ الْمُؤْمِنِينَ﴾ «قۇرئان»: ئۇلارنى جازالىغان چاغدا مۆئمىنلەردىن بىر تۈركۈم كىشى ھازىر بولسۇن.

أَلَمَّ بِطَائِفَةِ اللُّغَاتِ: بىرقانچە خىل تىلنى پىششىق بىلدى.

مُلُوكُ الطَّوَائِفِ: بەگلىكلەر، دۆلەتلەر.

شَيْخُ الطَّائِفَةِ: پىرقە باشلىقى.

طَائِفَةٌ مِنَ اللَّيْلِ: كېچىنىڭ بىر قىسمى.

«فِيْ لُبْنَان طَوَائِفُ دِيْنِيَّةٌ وَسِيَاسِيَّةٌ كَثِيْرَةٌ»: لىۋانىدا نۇرغۇن دىنىي ۋە سىياسىي گۇرۇھلار بار.

طَائِفِيٌّ: مەزھەپىنلىك، ئېقىمنىلىك.

أَمْرٌ طَائِفِيٌّ: مۇئەييەن گۇرۇھقا ئالاقىدار.

شَخْصٌ طَائِفِيٌّ: گۇرۇھۋاز.

طَائِفِيَّةٌ: گۇرۇھۋازلىق، تەرەپبازلىق.

طَائِلٌ ج طَوَائِلُ: پايدا، مەنپەئەت، بايلىق؛ كەڭلىك؛ قۇدرەت، كۈچ.

عَلَى غَيْرِ طَائِلٍ: پايدىسىز.

مُنَاقَشَةٌ لاَطَائِلَ تَحْتَهَا: پايدىسىز مۇنازىرە.

دُوْنَ طَائِلٍ: پايدىسىز.

لَمْ يَظْفَرْ بِطَائِلٍ: مەقسىتىگە يېتەلمىدى.

طَائِلَةٌ: كۈچ، قۇدرەت، قابىلىيەت، شىجائەت، جاسارەت.

لاَ طَائِلَةَ فِيْهِ: پايدىسىز، بىكار، بىھۇدە.

أَمْوَالٌ طَائِلَةٌ: كۆپ مال ـ مۈلۈك.

لَدَيْهِ أَمْوَالٌ طَائِلَةٌ: ئۇنىڭ نۇرغۇن مال ـ مۈلكى بار.

طَائِلَةُ الْمَوْتِ: ئۆلۈم جازاسى.

«يَقَعُ تَحْتَ طَائِلَةِ الْقَانُوْنِ»: قانۇن بويىچە جازا كۆرۈلىدۇ.

طَأْطَاءٌ ج طَآطِئُ: پەس يەر، ئويمان يەر.

طَأْطَأَ يُطَأْطِئُ طَأْطَأَةً: ساڭگىلاتتى، پەسلەتتى، ئەگدى.

طَأْطَأَ رَأْسَهُ: بېشىنى تۆۋەن قىلدى.

«طَأْطَأَ رَأْسَهُ خَجَلًا»: خىجالەتتىن بېشىنى كۆتۈرەلمىدى.

طَأْطَأَ الْفَرَسَ: ئاتنى دېۋىتتى.

طَأْطَأَ يَدَهُ بِالْعِنَانِ: چۇلۋۇرنى سىلكىدى.

طَأْمَنَ يُطَأْمِنُ طَأْمَنَةً ظَهْرَهُ: بېلىنى ئەگدى، ئېگىشتى.

طَأْمَنَ الشَّيْءَ: نەرسىنى جىلە توختاتتى.

طَأْمَنَ فُلَانًا: پالانىنى خاتىرجەم قىلدى.

طَبَا يَطْبُو طَبْوًا فَانًا إِلَيْهِ: يېتەكلىدى، باشلىدى.

طَبَاةٌ: ئۇنى مايىل قىلىۋالدى.

طِبَابَةٌ: داۋالاش، تېبابەت.

طِبَابَةٌ ج طِبَابٌ: بىر پارچە.

طَبَاخَةٌ: ئاشپەزلىك.

طَبَاخِيٌّ: ئاشخانا سايمانلىرى.

بَنَاتُ طَبَارٍ: پالاكەت، بەختسىزلىك، بالا ـ قازا، ئاپەت، كۈلپەت.

طَبَاشِيْرُ: بور.

طِبَاعَةٌ: مەتبەئەچىلىك، بېسىش تېخنىكىسى.

طِبَاعَةُ الْحَجَرِ: تاش مەتبەئەچىلىك.

آلَةُ الطِّبَاعَةِ الدَّوَّارَةِ: ئايلانما بېسىش ماشىنىسى.

طَبَاقٌ: تاماكا، تاماكا يوپۇرمىقى.

طِبَاقٌ: ئۇيغۇن، مۇۋاپىق، لايىق، ماس.

الطِّبَاقُ وَالْمُقَابَلَةُ: قارىمۇقارشى، ئېككىسى تەرەپلىمىلىك.

طَبَانُ الْعَجَلَةِ ج طَبَانَاتٌ: كامىر، چاق.

طَبَّ يَطِبُّ طَبًّا: داۋالىدى؛ دوختۇر بولدى.

طَبَّ الشَّخْصُ: مۇلايىم بولدى، يۇمشاق بولدى.

طِبٌّ: داۋالاش، تېبابەتچىلىك، مېدىتسىنا؛ ئارزۇ، تىلەك؛ ئادەت؛ دورا؛ مېھرىبان، مۇلايىم؛ نازاكەتلىك.

طِبُّ النَّفْسِ: روھىي داۋالاش ئۇسۇلى، پسىخىك يول بىلەن داۋالاش ئۇسۇلى.

عِلْمُ الطِّبِّ: تېببىي ئىلىم، مېدىتسىنا، تېبابەتچىلىك.

طِبُّ الْأَذَانِ: قۇلاق كېسەللىكلىرى ئىلمى.

طِبُّ الْأَسْنَانِ: چىش كېسەللىكلىرى ئىلمى، چىششۇناسلىق.

طِبُّ أَمْرَاضِ الْفَمِ: ئېغىز بوشلۇقى كېسەللىكلىرى ئىلمى.

طِبُّ أَمْرَاضِ الْجِلْدِيَّةِ: تېرە كېسەللىكلىرى ئىلمى.

طِبُّ الرِّئَةِ: تەجرىبىدىن ئۆتكەن رېتسېپ، خەلق ئارىسىدىكى رېتسېپ.

طِبٌّ شَرْعِيٌّ: قانۇن تېبابەتچىلىكى.

طِبٌّ إِشْعَاعِيٌّ: نۇر بىلەن داۋالاش.

مَدْرَسَةُ الطِّبِّ: تېببىي مەكتەپ.

كُلِّيَّةُ الطِّبِّ: تېببىي ئىنستىتۇت، تېببىي فاكۇلتېت.

طِبٌّ بَيْطَرِيٌّ: مال دوختۇرلۇق.

طِبٌّ طَبِيعِيٌّ: تەبىئىي داۋالاش.

طِبٌّ نَفْسِيٌّ: روھىي داۋالاش.

طَبٌّ . طُبٌّ: داۋالاش، دورىگەرلىك، دورا؛ مېھرىبان، مۇلايىم؛ نازاكەتلىك.

طَبٌّ م طَبَّةٌ: ماھىر، ئۇستا، پۇختا.

طَبَّاخٌ ج طَبَّاخُونَ: ئاشپەز.

رَئِيسُ الطَّبَّاخِينَ: ئاشپەزلەر باشلىقى.

طَبَّاعٌ ج طَبَّاعُونَ: ھەرپ تىزغۇچى، باسما ئىشچىسى، گۈل باسقۇچى.

طَبَّاعَةٌ: گۈل بېسىش ماشىنىسى.

طَبَّالٌ ج طَبَّالُونَ: دۇمباقچى، ناغرىچى.

طَبَّانٌ: كامىر، چاق.

طَبَّبَ يُطَبِّبُ تَطْبِيبًا: داۋالىدى.

«طَبَّبَهَا الدَّكْتُورُ فُلَانٌ»: ئۇنى پالانى دوكتور داۋالىدى.

طِبَّةٌ ج طِبَبٌ: بىر پارچە.

طَبَّخَ يُطَبِّخُ تَطْبِيخًا اللَّحْمَ: گۆشنى پىشۇردى، قورۇدى.

طَبَّخَ الشَّيْءَ: بالا ئۈستى، ئۆسۈپ يېتىلدى.

طَبَّسَ يُطَبِّسُ تَطْبِيسًا: سۈركىدى، سۈرتتى، جىجىۋەتتى.

طَبَّعَ يُطَبِّعُ تَطْبِيعًا الْحَيَوَانَ: ھايۋاننى تەربىيىلىدى، ئۆگەتتى، كۆندۈردى.

طَبَّقَ يُطَبِّقُ تَطْبِيقًا: يېپىۋەتتى، ئومۇملاشتى؛ مۇۋاپىقلاشتۇردى.

طَبَّقَ السَّحَابُ الْجَوَّ: ئاسماننى بۇلۇت قاپلىدى.

طَبَّقَ صِيتُهُ الْآفَاقَ: ئۇنىڭ داڭقى پۇر كەتتى.

طَبَّقَ الشَّيْءَ عَلَى الشَّيْءِ: قاتلىدى.

طَبَّقَ الْمَاءُ عَلَى وَجْهِ الْأَرْضِ: سۇ يەر يۈزىنگە يامراپ كەتتى.

طَبَّقَ قَاعِدَةً عَلَى ...: پرىنسىپ ئورناتتى.

طَبَّقَ الْحِصَانَ: ئاتنى تاقلىدى.

طَبَّقَ السَّيْفُ الْمَفْصِلَ: قىلىچ بىغىشنى ئۈزۈۋەتتى، دەل جايىغا تەگدى.

طَبَّلَ يُطَبِّلُ تَطْبِيلًا: رىغبەتلەندۈردى؛ ناغرا چالدى.

طَبَّلَ وَ زَمَّرَ: سۇرەن-چۇقان قىلدى.

طِبْنَةٌ: قورۇق نان.

طِبِّيٌّ: تېبابەتچىلىك.

طَبِجَ يَطْبَجُ طَبَجًا الرَّجُلُ: كىشى ھاماقەت بولۇپ قالدى.

طَبِجَ عَلَى رَأْسِهِ: بېشىغا ئۇردى.

طَبَخَ يَطْبُخُ / يَطْبَخُ طَبْخًا اللَّحْمَ: گۆشنى پىشۇردى، قورۇدى.

طَبَخَ الْأَمْرَ: ئىشنى پىلانلىدى، تەدبىر قوللاندى.

طَبْخٌ: پىشۇرماق، پىشۇرۇش.

صِنَاعَةُ الطَّبْخِ: ئاشپەزلىك كەسپى.

طَبْخَةٌ ج طَبَخَاتٌ: بىر قېتىم پىشۇرۇش.

«شَاطَتِ الطَّبْخَةُ مِنْ كَثْرَةِ الطَّبَّاخِينَ»: ئاشپەزلەرنىڭ كۆپلۈكىدىن تاماق كۆيۈپ كەتتى.

طَبْخِيٌّ: ئاشخانا سايمانلىرى.

طَبَرَ يَطْبُرُ طَبْرًا: سەكرىدى؛ يوشۇرۇندى.

طَبَرٌ ج أَطْبَارٌ: ئايپالتا، ئۇرۇش پالتىسى.

طِبْرٌ: تۈۋرۈك.

طَبَرْزَدٌ: ناۋات.

طَبَرْزِينٌ: ئايپالتا، ئۇرۇش پالتىسى.

طَبَزَ يَطْبُزُ طَبْزًا الشَّيْءَ: تولدۇردى.

طِبْزٌ: قوش لوككىلىق تۆگە، قوش ئۆركەشلىك تۆگە؛ تاغنىڭ بۇرجىكى.

طَبَسَ يَطْبُسُ طَبْسًا: سۈۋىدى (تامنى).

طَبْشِيرٌ: بور.

طَبْطَابَةٌ: پالاق، توپ كالتىكى.

طَبْطَبَ يُطَبْطِبُ طَبْطَبَةً الْمَاءُ: سۇ شىلدىرلىدى، شىرىلداپ ئاقتى.

طَبْطَبَ عَلَيْهِ: قولىنى ئاستا ئۇرۇپ قويدى.

طَبَعَ يَطْبَعُ طَبْعًا وَ طِبَاعَةً الْكِتَابَ: كىتاب باستى.

طَبَعَ السَّيْفَ: قىلىچ قۇيدى.

طَبَعَ الثَّوْبَ: رەختكە گۇل باستى، بويىدى.

طَبَعَ عَلَى الْمَكْتُوبِ: تامغا باستى.

طَبَعَ الدِّرْهَمَ: تەڭگە قويدى.

طُبِعَ عَلَى كَذَا: تەبىئىتى شۇنداق.

طَبَعَ الشَّيْءَ بِطَابِعِهِ: تامغىسىنى بېسىپ بەردى، قول قويۇپ بەردى.

طَبَعَ قُبْلَةً عَلَى خَدِّهِ: مەڭزىگە سۆيۈپ قويدى.

طَبَعَ اللهُ عَلَى قَلْبِهِ: ئاللاھ ئۇنىڭ دىلىنى پىچەتلىۋەتتى، چۈشەنمەس قىلىپ قويدى.

﴿وَطَبَعَ اللهُ عَلَى قُلُوبِهِمْ فَهُمْ لَايَعْلَمُونَ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ ئۇلارنىڭ دىللىرىنى پىچەتلىۋەتتى. (شۇنىڭ ئۈچۈن) ئۇلار (ئاللاھنىڭ ئەمرىنى) بىلمەيدۇ.

طَبَعَ مِنَ الطِّينِ جَرَّةً: لايدىن كومزەك ياسىدى.

طُبِعَ عَلَى الشَّرِّ: ۋۇجۇدىغا يامانلىق سىڭىپ كەتتى.

طَبْعٌ: باسماق؛ قول قويماق.

طَبْعُ الْحَجَرِ: تاش باسما، تاش مەتبەئە.

طَبْعُ الْأَحْرُفِ: مىخ مەتبەئەدە بېسىش.

إِعَادَةُ الطَّبْعِ: قايتا بېسىش.

تَحْتَ الطَّبْعِ: بېسىلىۋاتىدۇ، بېسىلماقتا.

صَنَاعَةُ الطَّبْعِ: مەتبەئەچىلىك، بېسىش تېخنىكىسى.

«الْكِتَابُ تَحْتَ الطَّبْعِ وَ سَيَصْدُرُ إِلَى الْأَسْوَاقِ قَرِيبًا»: كىتاب بېسىلىۋاتىدۇ، پات يېقىندا بازارغا سېلىنىدۇ.

طَبْعٌ ج طِبَاعٌ: تەبىئەت، خاراكتېر، مىجەز.

طَبْعًا . بِالطَّبْعِ: تەبىئىي، ئۆز-ئۆزىدىن، مۇقەررەر، چوقۇم.

كَانَ حَادًّا الطَّبْعِ: مىجەزى چۇس بولدى.

طَبَعٌ: كىر؛ دات.

طَبْعَةٌ ج طَبَعَاتٌ: نەشر، باسما.

طَبْعَةٌ مُحَقَّقَةٌ: ئىشەنچلىك نۇسخا، تۈرلۈك قوليازمىلارغا سېلىشتۇرۇپ بېسىلغان ئىشەنچلىك باسما.

طَبْعَةٌ مَزِيدَةٌ: مەزمۇنى كۆپەيتىلگەن باسما.

طَبْعَةٌ مُعَدَّلَةٌ: ئۆزگەرتىلگەن نەشرى.

طَبْعَةٌ مُنَقَّحَةٌ: تۈزىتىلگەن نەشرى.

طَبْعَةٌ أُولَى: 1 ـ نەشرى.

«صَدَرَ مِنْ هَذَا الْكِتَابِ ثَلَاثُ طَبَعَاتٍ»: بۇ كىتاب ئۈچ قېتىم بېسىلدى.

طَبَقَ يَطْبُقُ طَبْقًا الْيَدَ: بارماقلىرىنى يۇڭكتى، مۇشتىنى تۈگدى.

طَبَقَ يَطْبُقُ طُبُوقًا السَّحَابُ: ئاسمانى بۇلۇت قاپلىدى.

طَبِقَتِ الْأَصَابِعُ: بارماقلىرى يىغىلدى. مۇشتى تۈگۈلدى.

طَبِقَ يَطْبَقُ طَبَقًا الشَّيْءُ: نەرسە يىغىلدى.

طَبِقَ يَعْمَلُ: قىلىشقا باشلىدى، قىلىشقا كىرىشىپ كەتتى.

طَبَقٌ ج أَطْبَاقٌ: ياپقۇچ، تۇۋاق، قاپقاق؛ تاۋاق.

﴿لَتَرْكَبُنَّ طَبَقًا عَنْ طَبَقٍ﴾ «قۇرئان»: سىلەر جەزمەن بىر هالدىن، يەنە بىر هالغا يۆتكىلىپ تۇرىسىلەر.

طَبَقُ الْأَرْضِ: يەر يۈزى.

طَبَقُ الْفِنْجَانِ: خونچا، چاي تەخسىسى.

طَبَقٌ فَاثُورٌ: فارفور قاچا.

طَبَقٌ طَائِرٌ: ئۇچار تەخسە.

عَلَى طَبَقٍ مِنْ ذَهَبٍ أَوْ فِضَّةٍ: ئوڭاي، مۇشەققەتسىز.

طِبْقٌ: بىنائەن، بويىچە، ئاساسەن، مۇۋاپىق، ئۇيغۇن، ماس.

طِبْقَ مُخَطَّطٍ: پىلان بويىچە.

طِبْقَ الْمَرَامِ: كۆڭۈلدىكىدەك.

طِبْقًا لِلْقَانُونِ: قانۇنغا ئاساسەن.

طِبْقًا لِرَغْبَتِهِ: ئۇنىڭ ئارزۇسى بويىچە.

طِبْقَ الْأَصْلِ: تامامەن ئەسلىدىكىگە ئوخشاش.

طِبْقٌ: تاقالغان، ئېتىلگەن، يېپىلغان؛ چەكلەنگەن؛ قاتلانغان.

طَبَقَةٌ ج طَبَقَاتٌ وَ طِبَاقٌ: سىنىپ، تەبىقە؛ دەرىجە، قەۋەت، قاتلام؛ ھالەت، ۋەزىيەت.

طَبَقَةُ الْعُمَّالِ: ئىشچىلار سىنىپى.

﴿أَلَمْ تَرَوا كَيْفَ خَلَقَ اللهُ سَبْعَ سَمَاوَاتٍ طِبَاقًا﴾ ‹قرآن›: سىلەر كۆرمىدىڭلارمىكىن، ئاللاھ قانداق قىلىپ يەتتە ئاسماننى بىرىنىڭ ئۈستىدە بىرىنى قىلىپ ياراتتى؟

الطَّبَقَةُ الْمُتَفَكِّرَةُ: زىيالىيلار.

طَبَقَةٌ مِنَ التُّجَّارِ الْمُرَابِيْنَ: جازانىخورلار.

طَبَقَةُ الْمَلَّاكِيْنَ: پومېشچىكلار سىنىپى.

طَبَقَةُ الرَّأْسِمَالِيِّيْنَ الْمُحْتَكِرِيْنَ: مونوپول بۇرژۇئازىيە.

طَبَقَةُ الْبُرْجُوَازِيِّيْنَ الْقَوْمِيِّيْنَ: مىللىي بۇرژۇئازىيە.

طَبَقَةُ الرَّأْسِمَالِيِّيْنَ الْبِيْرُوقْرَاطِيِّيْنَ: بىيۇروكرات بۇرژۇئازىيە.

طَبَقَةُ صِغَارِ الْبُرْجُوَازِيِّيْنَ: ئۇششاق بۇرژۇئازىيە.

الطَّبَقَةُ الدُّنْيَا: جەمئىيەتنىڭ تۆۋەن تەبىقىسى؛ پۇقرا.

طَبَقَةٌ فِي الْأَرْضِ: يەر قاتلىمى.

طَبَقَةُ النَّغَمِ: ئىنتوناتسىيە، ئاھاڭ، ناۋا، كۈي، ئاھاڭداشلىق.

نِضَالُ الطَّبَقَاتِ: سىنىپىي كۈرەش.

عِلْمُ طَبَقَاتِ الْأَرْضِ: گېئولوگىيە.

صِرَاعُ الطَّبَقَاتِ: سىنىپىي كۈرەشلەر. سىنىپلار كۈرىشى.

تَتَأَلَّفُ الْبِنَايَةُ مِنْ خَمْسِ طَبَقَاتٍ: بەش قەۋەتلىك بىنا.

يَدٌ طَبِقَةٌ: بېخىل، پېخسىق.

طَبَقِيٌّ: سىنىپىي، قاتلام.

اَلْمُجْتَمَعُ الطَّبَقِيُّ: سىنىپىي جەمئىيەت.

صِرَاعٌ طَبَقِيٌّ: سىنىپىي كۈرەش.

طَبَلَ يَبْطُلُ طَبْلًا: دۇمباق چالدى، ناغرا چالدى.

طَبْلٌ: دۇمباق ئاۋازى.

طَبْلٌ ج طُبُولٌ وَ أَطْبَالٌ: دۇمباق، ناغرا.

بِلَا زَمْرٍ وَلَا طَبْلٍ: جىمجىت.

طَبْلٌ أَجْوَفُ: قۇيقۇرۇق، پايدىسىز.

طَبْلَةٌ ج طَبَلَاتٌ: داپ.

طَبْلَةُ الْفُنُوغِرَافِ: ئاۋاز تىڭشىغۇچ.

طَبْلَةُ الْأُذُنِ: قۇلاق پەردىسى.

طَبْلِيَّةٌ ج طَبْلِيَّاتٌ: يۇملاق تاماق ئۈستىلى.

طَبَنَ يَطْبِنُ طَبْنًا النَّارَ: ئوتنى كۆمۈپ قويدى.

طَبَنَ الشَّيْءَ: نەرسىنى ياخشى بىلدى، پۇختا بىلدى.

طَبِنَ يَطْبَنُ طَبَنًا وَ طَبَانَةً الشَّيْءَ: ياخشى بىلدى، پۇختا بىلدى.

طَبْنٌ: كىشىلەر توپى، خەلق ئاممىسى.

طُبْنٌ: چارتار، پىپا، تۆت تارلىق ساز.

طَبْنَةٌ ج طَبَنٌ: چېچەن، زېرەك، چېۋەر، پاراسەتلىك.

طَبُونَةٌ ج طَوَابِيْنُ: كىچىك تونۇر، ئوچاق.

طَبِيَ يَطْبَى طَبًا وَ طَبَى ـــ تِ النَّاقَةُ: تۆگىنىڭ يېلىنى

بوشاپ كەتتى.

طِبِّيٌّ ج أَطِبَّاءُ: ئەمچەك توپچىسى.

طَبِيبٌ ج أَطِبَّاءُ وَ أَطِبَّةٌ م طَبِيبَةٌ: دوختۇر، تېۋىپ.

طَبِيبُ الْأَسْنَانِ: چىش كېسەللىكلىرى دوختۇرى.

طَبِيبُ الْآذَانِ: قۇلاق كېسەللىكلىرى دوختۇرى.

طَبِيبُ الْعُيُونِ: كۆز كېسەللىكلىرى دوختۇرى.

طَبِيبٌ بَيْطَرِيٌّ: مالدوختۇرى.

طَبِيبُ الْأَمْرَاضِ الْجِلْدِيَّةِ: تېرە كېسەللىكلىرى دوختۇرى.

طَبِيبُ الْعَائِلَةِ: ئائىلە دوختۇرى.

طَبِيبُ الْأَمْرَاضِ الْعَصَبِيَّةِ: روھىي كېسەللىكلىرى دوختۇرى.

طَبِيبُ الْأَمْرَاضِ الْعَقْلِيَّةِ: نېرۋا كېسەللىكلىرى دوختۇرى.

طَبِيبُ الْأَمْرَاضِ النِّسَائِيَّةِ: ئاياللار كېسەللىكلىرى دوختۇرى.

طَبِيبٌ شَرْعِيٌّ: قانۇن دوختۇرى.

طَبِيبٌ نَفْسَانِيٌّ: روھىي كېسەللىكلەر دوختۇرى.

طَبِيبٌ جَرَّاحٌ: تاشقى كېسەللىكلەر دوختۇرى.

طَبِيبُ الْأَطْفَالِ: باللار كېسەللىكى دوختۇرى.

طَبِيبٌ عَامٌّ: ئۇنىۋېرسال كېسەللەر دوختۇرى.

طَبِيخٌ ج أَطْبِخَةٌ: پىشۇرۇلغان تاماق.

طَبِيخٌ مِنَ الْآجُرِّ: پىششىق خىش.

طَبِيخَةٌ ج طَبَائِخُ: ئىسسىق ھاۋا.

طَبِيعَةٌ ج طَبَائِعُ: تەبىئەت، تەبىئەت دۇنياسى، مىجەز، خاراكتېر.

الطَّبِيعَةُ الْبَشَرِيَّةُ: ئىنسان تەبىئىتى.

بِطَبِيعَةِ الْحَالِ: تەبىئىي، مۇقەررەر، ئەلۋەتتە.

عِلْمُ الطَّبِيعَةِ: فىزىكا.

عِلْمُ الطَّبِيعَةِ الْحَيَوِيَّةِ: بىئوفىزىكا.

مَا وَرَاءَ الطَّبِيعَةِ: مېتافىزىكا.

طَبِيعَةٌ صَامِتَةٌ: جانسىز تەبىئەت.

فَوْقَ الطَّبِيعَةِ: ئاجايىپ، غەلىتە.

«لَهُ طَبِيعَةٌ سَمْحَةٌ»: ئۇ كەڭ قورساق ئادەم.

طَبِيعِيٌّ: تەبىئىي، تەبىئەت دۇنياسىغا مەنسۇپ، تەبىئىي پەنگە خاس؛ ناتۇرالىزم؛ فىزىكا ئالىمى؛ ئاددىي، ئادەتتىكى.

مِنَ الطَّبِيعِيِّ أَنْ: تەبىئىيكى ....

تَارِيخٌ طَبِيعِيٌّ: ناتۇرال، ناتۇرال ئىلمى.

حَرِيرٌ طَبِيعِيٌّ: تەبىئىي يىپەك.

لُؤْلُؤٌ طَبِيعِيٌّ: تەبىئىي مەرۋايىت.

اَلْمَذْهَبُ الطَّبِيعِيُّ: ناتۇراللىستىك كۆزقاراش، ناتۇرالىزم.

جُغْرَافِيَا طَبِيعِيَّةٌ: تەبىئىي جۇغراپىيە.

الْعُلُومُ الطَّبِيعِيَّةُ: تەبىئىي پەنلەر.

مَنَاظِرُ طَبِيعِيَّةٌ خَلَّابَةٌ: مەپتۇن قىلارلىق تەبىئىي مەنزىرىلەر.

وَفَاةٌ طَبِيعِيَّةٌ: تەبىئىي ئۆلۈم.

طَبِيعِيَّاتٌ: تەبىئەت ھادىسىلىرى.

عُلَمَاءُ الطَّبِيعِيَّاتِ: فىزىك، فىزىكا ئالىملىرى.

عِلْمُ الطَّبِيعِيَّاتِ: فىزىكا.

مَصْلَحَةُ الطَّبِيعِيَّاتِ: تەبىئىي پەنلەر بۆلۈمى.

طَبِيقٌ: ئۇيغۇن، مۇۋاپىق، لايىق، ماس.

طَثَّ يَطُثُّ طَثًّا الشَّيْءَ: تېپىۋەتتى، ئىتتىرىۋەتتى.

طَثٌّ: دىسكا ئېتىش ئويۇنى.

طَثَرَ يَطْثُرُ طَثْرًا وَ طُثُورًا اللَّبَنُ: سۈت ئۇيۇپ قالدى.

طَثْرَةٌ: ئۇيۇپ قالغان سۈت، قارا لاي، لەش؛ پاراۋان تۇرمۇش، قوي يۇڭگى.

طَجَّنَ يُطَجِّنُ تَطْجِينًا الشَّيْءَ: نەرسىنى تاۋىدا پىشۇردى.

طَجَنَ يَطْجُنُ طَجْنًا الشَّيْءَ: نەرسىنى تاۋىدا پىشۇردى.

طَجِنَ يَطْجَنُ طَجَنًا: قوپال سۆزلىدى.

طَحَا يَطْحُو طَحْوًا الشَّيْءَ: نەرسە يېيىلدى.

طَحَا الرَّجُلُ: يول يۈردى.

طَحَا بِالْكُرَةِ: توپنى ئاتتى.

طَحَا الْقَمَرُ: ئاي يورۇدى، نۇر چاچتى.

طَحَارٌ: ئىگراش، ھاسراش.

طَحَالٌ: تال باللۇغى.

طَحَالٌ ج طَحَالَاتٌ: تال.

طَحَالِيٌّ: تاللىق، تالغا ئائىت.

طِحَانَةٌ: تۈگمەنچىلىك كەسپى.

طَحَّ يَطُحّ طَحًّا الشَّيْءَ: نەرسىنى يايدى، يېيىپ سالدى.

طُحْحٌ: ئىستانوك، قىرىش ماشىنىسى.

طَحَّانٌ: تۈز يەر.

طَحَّانٌ ج طَحَّانُونَ: تۈگمەنچى، تۈگمەن خوجايىنى.

طَحَّنَ يُطَحِّنُ تَطْحِينًا: ئۇن تارتتى؛ غاجىدى، سوركىدى، ئەزدى.

طَحَرَ يَطْحِرُ طَحْرًا وَ طَحِيرًا وَ طَحَارًا الرَّجُلُ: ئىگرىدى، خورسىندى.

طَحَرَ يَطْحَرُ طَحْرًا الشَّيْءَ: تاشلىۋەتتى، ئېتىۋەتتى.

طَحَرَتْ عَيْنُ الْمَاءِ: بۇلاق سۈيى لەشلىك ئۆستەڭگە چىقىپ قالدى.

طَحْرَ. طَحَرَةٌ: پارچە بولۇت.

طَحْرَبَ يُطَحْرِبُ طَحْرَبَةً: قاچتى، تىكىۋەتتى.

طَحْرَبَ الْقِرْبَةَ: تۇلۇمنى تولدۇردى.

طِحْرِبٌ: كۆپۈك.

طِحْرِبَةٌ: بىر پارچە بولۇت، بىر پارچە رەخت.

طَحْرُورٌ ج طَحَارِيرُ: سۇيۇق بولۇت.

طَحْطَحَ يُطَحْطِحُ طَحْطَحَةً: سۇندۇرۇۋەتتى، يانجىۋەتتى، پارچىلىۋەتتى.

طَحْطَحَ الرَّجُلُ: كۈلدى.

طَحَلَ يَطْحَلُ طَحْلًا هُ: تالىي ئاغرىدى، تالى ئاغرىقىغا دۇچار بولدى.

طَحَلَ الْإِنَاءَ: قاچىنى تولدۇردى.

طَحِلَ يَطْحَلُ طَحَلًا: تال يوغىناپ كەتتى.

طَحِلٌ: تالى يوغىناپ كەتكەن.

طُحْلٌ: سامانىلىق ئۈچقۇندىسى، قوغان، تاشلاندۇق نەرسىلەر.

طُحْلَةٌ: كۈل رەڭ.

طَحْلَبَ يُطَحْلِبُ طَحْلَبَةً الْمَاءُ: سۇنىڭ كۆپۈكى ئۆرلەپ چىقتى.

طُحْلُبٌ. طِحْلِبٌ ج طَحَالِبُ: لەش.

طِحْلِبَةٌ: تاقىر، پايىنەك.

طَحَمَ يَطْحَمُ طَحْمَةً عَلَيْهِ: ئۇنىڭغا ھۇجۇم قىلدى.

طُحْمَةٌ ج طُحَمٌ وَ طِحَامٌ: بىر توپ كىشىلەر.

طَحَمَةٌ: جەڭگىۋار ئادەم، تۆگىلەر توپى.

طَحَنَ يَطْحَنُ طَحْنًا الْقَمْحَ: ئۇن تارتتى.

طِحْنٌ: ئۇن.

«تَسْمَعُ جَعْجَعَةً وَلَاتَرَى طِحْنًا» ‹مثل›: يوغانچى، پوچى، گۈلدۈرى بار، يامغۇرى يوق؛ گېپىدە تۇرمايدىغان.

طَحُومٌ: ئۆركەشلەپ ئاققان سۇ.

طَحَى يَطْحِي طَحْيًا الشَّيْءَ: نەرسىنى يايدى.

طَحَى الرَّجُلُ: كىشى يېنىچە ياتتى؛ ئۇخلىدى.

﴿وَالْأَرْضِ وَمَاطَحَاهَا﴾ ‹قرآن›: زېمىن ۋە ئۇنى بىنا قىلغان زات بىلەن قەسەمكى...

طَحِينٌ: ئۇن.

«يُصْنَعُ الْخُبْزُ مِنَ الطَّحِيْنِ»: نان ئۇندىن قىلىنىدۇ.

طَحِينَةٌ: كۈنجۈت مېيىنىڭ دۇغى.

طَحِينِيٌّ: ئۇندەك.

لَوْنٌ طَحِينِيٌّ: قوڭۇر، بېغىر رەڭ.

طَخَا يَطْخُو طَخْوًا وَطُخُوًّا اللَّيْلُ: كېچە زۇلمەت قاراڭغۇ بولدى.

طَخَاءٌ: ئېگىز بولۇت، يىراقتىكى بولۇت.

طَخَافٌ: ئاق بولۇت، يەيگە ئوخشاش بولۇت.

طَخَّ يَطِخّ طَخًّا الشَّيْءَ: نەرسىنى يىراق قىلىۋەتتى، يىراققا ئېتىۋەتتى.

طَخَّهُ بِالرَّصَاصِ: ئۇنى مىلتىق بىلەن ئاتتى.

طَخِشَ يَطْخَشُ طَخَشًا ـــ تِ الْعَيْنُ: كۆز قاراڭغۇلاشتى.

طَخْفٌ: غەم-قايغۇ، ھەسرەت، مەيۇسلەنمەك.

طَخَمَ يَطْخُمُ طَخْمًا: تەكەببۇرلۇق قىلدى، مەغرۇرلاندى.

طَخُمَ يَطْخُمُ طَخَامَةً: تەكەببۇرلۇق قىلدى، مەغرۇرلاندى.

طَخْمَةٌ: ئۆچكە پادىسى.

طَخِيْمٌ: قارىداپ كەتكەن قورۇق گۆش.

طُرَائِيٌّ: ياۋا، ياۋايى.

طِرَاذٌ: قىسقا نەيزە.

طِرَازٌ ج طُرُزٌ: شەكىل، نۇسخا، فورما، پاسون.

مِنْ طِرَازٍ قَدِيمٍ: كونا پاسون، كونا نۇسخا.

مِنَ الطِّرَازِ الْأَوَّلِ: ئەڭ ياخشىسى.

«هٰذِهِ السَّيَّارَةُ مِنْ طِرَازٍ حَدِيثٍ»: بۇ ماشىنا يېڭى شەكىلدىكى ماشىنا.

طُرَاشٌ: گاس، پاڭ.

طِرَافٌ ج طُرُفٌ: شان-شەرەپ؛ كىگىز ئۆي.

طَرَافَةٌ: يېڭى، يېڭىلىق، غەلىتىلىك.

طَرَاوَةٌ: يېپيېڭىلىق؛ يۇمشاقلىق؛ ھۆللۈك، نەملىك.

طَرَاوَةُ الْإِهَابِ: ياشلىق باھارى.

طَرَأَ يَطْرَأُ طَرْأً وَ طُرُوءًا: تۇيۇقسىز پەيدا بولدى، كۈتۈلمىگەندە يۈز بەردى.

طَرَأَ الْمَكَانَ: جاينى ئاۋاتلاشتۇردى.

طَرَأَتْ عَلَيْهِ فِكْرَةٌ: كاللىسىغا بىر ئوي كەلدى.

«لَمْ يَطْرَأْ تَبَدُّلٌ عَلَى الْمَوْقِفِ»: مەيداندا ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمىدى.

طَرَاءَةٌ: يېڭى، يېڭىچە.

طَرَابِزُونٌ ج طَرَابِزُونَاتٌ: سالاسۇن، رېشاتكا، ۋادەك؛ تۇتقۇچ.

طِرَابِيزَةٌ: ئۈستەل، شىرە، جوزا.

طِرَابِيشِيٌّ: قىزىل بۆك سودىگىرى.

طَرَاحٌ: يىراق جاي.

طَرِبَ يَطْرَبُ طَرَبًا: خۇشال بولدى، خۇشاللىقتىن ھاياجانلىنىپ كەتتى.

«يَتَذَوَّقُ الشِّعْرَ الْجَيِّدَ وَيُطْرَبُ لَهُ»: ياخشى شېئىردىن ھۇزۇرلىنىپ خۇشاللانماقتا.

طَرِبْنَا لِلْمُوسِيقَى: مۇزىكىدىن خۇشاللاندۇق.

طَرَبٌ: خۇشاللىق، شادلىق.

آلَةُ الطَّرَبِ: چالغۇ ئەسۋابى، مۇزىكا ئەسۋابى.

هِزَّةُ الطَّرَبِ: چەكسىز خۇشاللىق، خۇشاللىقتىن ھاياجانلىنىپ كەتمەك.

طَرِبٌ ج طَرِبُونَ: خۇشال، شاد.

«جَلَسَ يَسْتَمِعُ إِلَى الْغِنَاءِ طَرِبًا»: خۇشال ھالدا ناخشا ئاڭلىدى.

طُرْبَةٌ: سەپەر خالتىسى.

طَرْبَقَ يُطَرْبِقُ طَرْبَقَةً: ئاغدۇرۇۋەتتى، ۋەيران قىلىۋەتتى.

طَرْبُوشٌ ج طَرَابِيشُ: قىزىل بۆك.

طُرْبِيدٌ: توربىدا، سۇ مىناسى.

سَفِينَةُ الطُّرْبِيدِ: سۇ مىنا پاراخوتى.

طَرْبِيلٌ ج طَرَابِيلُ: خامان تېپىش ماشىنىسى.

طُرْبِيٌّ: گۆركار، قەبرىستانلىقتا قارىغۇچى.

طَرَحَ يَطْرَحُ طَرْحًا الشَّيْءَ: تاشلىدى، ئاتتى، ئېتىۋەتتى؛ چۈشۈرۈۋەتتى، ئېلىپ تاشلىدى.

طَرَحَ الثَّوْبَ عَلَيْهِ: ئۇنىڭغا كىيىم كىيگۈزدى.

طَرَحَ عَلَيْهِ سُؤَالًا: سوئال قويدى، سوئال تاشلىدى.

طَرَحَهُ عَلَى الْأَرْضِ: ئۇنى يەرگە ئاتتى.

طَرَحَ الْمَسْئَلَةَ لِلْاِقْتِرَاحِ: ئاۋاز بەردى.

«طَرَحَتِ الْمَرْأَةُ الْجَنِينَ»: ئايال قورساقتىكى

بالىسنى چۈشۈرۈۋەتتى.

﴿أُقْتُلُوا يُوسُفَ أَوِ اطْرَحُوهُ أَرْضًا﴾ «قرآن»: يۈسۈفنى ئۆلتۈرۈۋېتىڭلار ياكى ئۇنى يىراق بىر چەت جايغا تاشلىۋېتىڭلار.

طَرَحَ يَطْرَحُ طَرْحًا: يىراقلاشتى، يىراق بولدى،

طَرَّحَ: تاشلىماق، ئاتماق؛ ۋاز كەچمەك، چىقىرىۋەتمەك.

طَرَحَ الْجَنِيْنَ: بالىنى چۈشۈرۈۋەتمەك، ئالدۇرۇۋەتمەك.

طَرْحُ الْبَحْرِ: سازلىق، لاتقا يەر.

طَرَحٌ: يىراق جاي.

طِرْحٌ: ئايالنىڭ بويىدىن ئاجراپ كەتكەن بالا.

طَرْحَةٌ ج طُرَحٌ: چۈمبەل؛ پىچەت، مۇقاۋا، چىپلەك، ساندۇق.

طَرْحَةُ الْعَرُوسِ: قىزنىڭ توي كىيىمى.

طَرْحِيَّةٌ ج طَرَاحِيٌّ: بىر پارچە قەغەز.

طَرْخَانٌ ج طَرَاخِنَةٌ: باشلىق، رەئىس، سەركەردە، ئاتامان.

طَرْخُونٌ: پىشىل پۇرچاق، ماش.

طَرَدَ يَطْرُدُ طَرْدًا وَ طَرَدًا: قوغلىۋەتتى، ھەيدىۋەتتى، پالىدى، ئارقىسىدىن قوغلاپ ماڭدى، ئىز قوغلىدى.

﴿وَلَاتَطْرُدِ الَّذِيْنَ يَدْعُونَ رَبَّهُمْ بِالْغَدَاةِ وَالْعَشِيِّ﴾ «قرآن»: ئەتىگەندە، ئاخشامدا پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىدىغانلارنى (يېنىڭدىن) قوغلىۋەتمىگىن.

طَرَدَ الْعَدُوَّ مِنَ الْبِلَادِ: دۈشمەننى يۇرتتىن قوغلاپ چىقاردى.

طَرَدَ الْقَاعِدَ: قائىدىنى ئومۇملاشتۇردى.

طَرْدٌ: قوغلىماق، سۈرگۈن قىلماق، ھەيدەپ چىقارماق.

طَرْدًا وَ عَكْسًا: ئارقىغا ـ ئالدىغا، ھەر تەرەپتىن ئىزدەنمەك.

طَرْدٌ ج طُرُودٌ: خالتا، پوسۇلكا.

«تَلَقَّيْتُ الْيَوْمَ طَرْدًا مِنْ أَحَدِ أَصْدِقَائِي»: بۈگۈن بىر دوستۇمدىن خالتا تاپشۇرۇۋالدىم.

طَرْدٌ مُسَجَّلٌ: زاكاز.

طَرَدٌ: ئوۋچىلىق.

«قَصَائِدُ أَبِي نَوَاس فِي الطَّرَدِ»: ئەبۇ نەۋاسنىڭ ئوۋچىلىق ھەققىدىكى قەسىدىلىرى.

طَرَّ يَطُرُّ / يَطِرُّ طَرًّا وَطُرُورًا الشَّعْرُ: چاچ چىقتى.

طَرَّ شَارِبُهُ: ئۇنىڭ بۇرۇتى چىقتى.

طَرَّ يَطُرُّ طَرًّا السِّكِّيْنَ: پىچاقنى بىلىدى، چاقلىدى.

طُرٌّ ج أَطْرَارٌ: چېگرا.

طُرُّ الْبِلَادِ: شەھەر چېگراسى.

طُرًّا: جەمئىيسى، ھەممە.

«نُحِيِّبُ دَعْوَتَهَا طُرًّا بِتَكْرِمَةٍ وَنَفْتَدِيْهَا بِأَرْوَاحٍ وَأَجْسَامٍ»: ئىسلام جەمئىيىتىنىڭ چاقىرىقىغا ھەممىمىز جان ـ دىلىمىز بىلەن قىزغىن ئاۋاز قوشىمىز.

جَاؤُوا طُرًّا: ئۇلار ھەممىسى كەلدى.

طَرَّاحٌ: كۆرپىچى، كۆز تىككۈچى.

طَرَّاحَةٌ ج طَرَّاحَاتٌ وَ طَرَارِيْحُ: پالاز، تۆشەك، كۆرپە.

طَرَّادٌ. طَرَّادَةٌ ج طَرَّادَاتٌ: تېز قوغلاش ھەربىي پاراخوتى.

طَرَّادُ النَّهْرِ: دەريا قىرغىقى، تۇغان، قاش.

طَرَّارٌ: يانچۇقچى، جەللىكۆر.

طَرَّازٌ: كەشتىچى.

طَرَّاشٌ: گاس، پالۇ.

طَرَّبَ يُطَرِّبُ تَطْرِيْبًا: ناخشا ئېيتتى، غەزەل ئوقۇدى.

طَرَّبَهُ: ئۇنى خۇشاللاندۇردى، شادلاندۇردى.

طُرَّةٌ ج طُرَرٌ وَ طُرَّاتٌ وَ طِرَارٌ وَ أَطْرَارٌ: پېشانە، ماڭلاي؛ ماڭلاي چاچ، سېكىلەك، سەرلەۋھىلىك بەت.

أَطْرَارُ الْبِلَادِ: چېگرا، شەھەر چېگراسى.

طَرَّحَ يُطَرِّحُ تَطْرِيحًا الْحُبْلَى: ھامىلدار ئايال بالىنى چۈشۈرۈۋەتتى.

طَرَّحَ بِهِ السَّفَرَ إِلَى نَاحِيَةِ كَذَا: يىراق جايغا سەپەر قىلدى.

طَرَّدَ يُطَرِّدُ تَطْرِيدًا: ئارقىسىدىن قوغلاپ ماڭدى، ئىز قوغلاپ ماڭدى.

طَرَّزَ يُطَرِّزُ تَطْرِيزًا الثَّوْبَ: رەختكە كەشتە قىلدى، گۈل چەكتى.

طَرَّسَ يُطَرِّسُ تَطْرِيسًا الْكِتَابَ: كىتابنى تەھرىرلىدى، يازدى.

طَرَّسَ الْبَابَ: ئىشىكنى قارىغا بويىدى.

طَرَّشَ يُطَرِّشُ تَطْرِيشًا ـــ هُ: قۇستۇردى، قەي قىلدۇردى؛ پاك قىلىپ قويدى.

طَرَّفَ يُطَرِّفُ تَطْرِيفًا ـــ هُ الشَّيْءَ: ئۇنى بىر تەرەپكە قويدى.

طَرَّفَ بَنَانَهُ: بارماقلىرىنى بويىدى، خىنە قويدى.

طَرَّفَ الْأَظَافِرَ: تىرناقلىرىنى ئالدى.

طَرَّقَ يُطَرِّقُ تَطْرِيقًا الْمَعْدِنَ: خام مېتالنى پىششىقلىدى، پروكاتلىدى.

طَرَّيَ يُطَرِّي تَطْرِيًّا الشَّيْءَ: نەرسىنى يۇمشاتتى.

طَرَّى الطَّعَامَ: تائامغا دورا-دەرمان قوشتى.

طَرِزَ يَطْرَزُ طَرَزًا فِي الْمَلْبَسِ: پۇزۇر كىيىندى.

طَرْزٌ: ئۇسۇل، شەكىل.

مِنْ طَرْزٍ حَدِيثٍ: يېڭىچە شەكىل، يېڭى مودا، يېڭى ئۈلگە.

مِنْ طَرْزٍ قَدِيمٍ: كونا پاسون، كونا نۇسخا، ۋاقتى ئۆتكەن.

طَرْزِيٌّ ج طَرْزِيُّونَ: ماشىنىچى، سەيپۇڭ.

طَرَسَ يَطْرِسُ طَرْسًا الشَّيْءَ: ئۆچۈرۈۋەتتى، سۈرتۈۋەتتى.

طِرْسٌ ج أَطْرَاسٌ وَ طُرُوسٌ: بىر ۋاراق قەغەز، كونا خەت ئۆچۈرۈلۈپ، يېڭى خەت يېزىلغان قەغەز.

طَرِشَ يَطْرَشُ طَرَشًا: گاس بولدى، پاڭ بولدى، ئاڭلاش سېزىمىنى يوقاتتى.

طَرَشَ يَطْرُشُ طَرْشًا: ياندۇردى، قۇستى.

طَرَشَ الْجِدَارَ بِالْجِيرِ: تامنى ئاقارتتى، ئاقلىدى.

طَرْشٌ: ئارشاڭ سۈيى.

طَرَشٌ ـ طَرْشَةٌ: گاس، پاڭ.

طَرْشٌ ج طُرُوشٌ: قوي-كالا پادىسى.

طَرْشَقَ يُطَرْشِقُ طَرْشَقَةً: يېرىلدى، دەز كەتتى.

طَرْشَمَ يُطَرْشِمُ طَرْشَمَةً اللَّيْلُ: كېچە قاراڭغۇلىشىپ كەتتى.

طُرْشِيٌّ: چىلىغان سەي.

طَرِطَ يَطْرَطُ طَرَطًا: گالۋاڭ بولدى، ھاماقەت بولدى، ئىككى قېشى شالاڭ بولدى.

طِرْطٌ: دۆت، كالۋا، گالۋاڭ.

طَرْطَرَ يُطَرْطِرُ طَرْطَرَةً: تەكەببۇرلۇق قىلدى، گىدەيدى، كۆرەڭلىدى.

طُرْطُرٌ: يېسىۋېلەك قورتى، كېپىنەك قورتى.

طُرْطُورٌ ج طَرَاطِيرُ: شادا پاچاق ئادەم؛ ئۇزۇن بۆك، ئېگىز بۆك.

طَرْطِيرُ الْأَسْنَانِ: چىشنىڭ كىرى.

مِلْحُ الطَّرْطِيرِ: ناتىرىي تۇزى.

طَرَفَ يَطْرِفُ طَرْفًا بِعَيْنَيْهِ: كۆز قىستى، كۆزىنى چىمىلداتتى.

طَرَفَ عَيْنَهُ: كۆزىنى سۈزدى.

طَرُفَ يَطْرُفُ طَرَافَةً: يېڭى بولدى، قىزىقارلىق بولدى.

طَرْفٌ ج أَطْرَافٌ: كۆز؛ كۆرۈش قۇۋۋىتى.

يَرَى بِطَرْفٍ خَفِيٍّ: كۆز قۇيرۇقىدا قارىدى.

مِنْ طَرْفٍ خَفِيٍّ: سىر، مەخپىيەت.

﴿وَعِنْدَهُمْ قَاصِرَاتُ الطَّرْفِ عِينٌ﴾ «قرآن»: ئۇلارنىڭ يېنىدا ئەرلىرىدىن غەيرىيگە كۆز سالمايدىغان

طَوِيلُ النَّفَسِ: چوكقۇر نەپەس، خورسىنىش، شېئىرنى ئۇزۇن يازىدىغان.

طَوِيلُ الْيَدِ: ئوغرى، قولى قىڭغىر.

وَقْتٌ طَوِيلٌ: ئۇزۇن مۇددەت.

طَوِيلُ الْأَمَدِ: ئۇزۇن مۇددەت.

طَوِيلُ الْعُمْرِ: ئۇزۇن ئۆمۈر.

بَحْرُ الطَّوِيلِ (فِي العروض): شېئىر ۋەزنلىرىنىڭ بىرى.

طَرِيقٌ طَوِيلٌ: ئۇزۇن يول.

رَجُلٌ طَوِيلٌ: ئېگىز ئادەم، ئۇزۇنتۇرا.

طَوِيلًا: ئۇزۇن، ناھايىتى ئۇزۇن.

طَوِيٌّ ج أَطْوَاءٌ: يۇمشاق، رايىش، مۇلايىم.

طَوِيَّةٌ ج طَوَايَا: ۋىجدان؛ ئىنساپ؛ نىيەت.

حَسَنُ الطَّوِيَّةِ: ياخشى نىيەت.

سَلِيمُ الطَّوِيَّةِ: ئاق كۆڭۈل، سەممىي.

نَقِيُّ الطَّوِيَّةِ: ئىنساپلىق، ۋىجدانلىق.

طَيَابٌ: شىمال شامىلى.

طَيَافٌ: تۈن قاراڭغۇسى.

طِيَابَةٌ: لايچىلىق كەسپى.

طِيبٌ ج أَطْيَابٌ وَ طُيُوبٌ: خۇش پۇراق، ئەتىر قاتارلىقلار.

عَنْ طِيبِ خَاطِرٍ: خۇشاللىق بىلەن، رازىلىق بىلەن، مەمنۇنلۇق بىلەن.

زُجَاجَةُ الطِّيبِ: ئەتىر قۇتىسى.

طِيبُ الْعَيْشِ: تۇرمۇشنىڭ پاراۋانلىقى.

جَوْزَةُ الطِّيبِ: جوزبۇۋا.

طِيبَةٌ: گۈزەل، ياخشى، كۆڭۈللۈك، كەڭ-كۇشادە، خۇشال-خۇراملىق؛ كۈچلۈك ھاراق؛ زەمزەم قۇدۇقى.

طِيبَةُ الْقَلْبِ: كۆڭۈلنىڭ ياخشىلىقى.

طِيبَةُ النَّفْسِ: مەرھەمەتلىك بولۇش.

عَنْ طِيبَةِ خَاطِرٍ: مەمنۇنلۇق بىلەن.

طَيْجَنٌ ج طَوَاجِنُ وَ طَيَاجِنُ: تاۋا قازان.

طَيْخٌ: ساپاننىڭ ئەرەنلىكى.

طَيْحَةٌ ج طَيْحَاتٌ: بالايىئاپەت، مۇشكۇلات.

أَصَابَتِ الْقَوْمَ طَيْحَةٌ: قوۋمغا بالايىئاپەت كەلدى.

طَيْخٌ: ھاكاۋۇرلۇق، تەكەببۇرلۇق.

طَيْخَةٌ: ھاكاۋاقتى؛ پىتنە-پاسات؛ ئۇرۇش.

طَيْرٌ: قۇش، ئۇچار قانات.

﴿وَلَحْمِ طَيْرٍ مِمَّا يَشْتَهُونَ﴾ «قرآن»: كۆڭۈللىرى تارتقان قۇش گۆشلىرى بېرىلىدۇ.

كَأَنَّ عَلَى رَأْسِهِ الطَّيْرُ: قىمىرلىماي تۇردى.

طَيْرَانٌ: ئۇچماق؛ ئاۋىئاتسىيە.

سِلَاحُ الطَّيْرَانِ: ھاۋا ئارمىيىسى.

قُوَّةُ الطَّيْرَانِ: ھاۋا ئارمىيىسى.

طَيَرَانُ بَحْرٍ: ئاۋىئاماتكا.

طَيَرَانٌ مَدَنِيٌّ: خەلق ئاۋىئاتسىيىسى.

طَيْرَةٌ ـ طِيَرَةٌ: شۇملۇق، شۇملۇق ئالامىتى؛ قۇش.

«لَا عَدْوَى وَلَا طِيَرَةَ» «حديث»: ئىسلامدا كېسەل كۆچىدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىش يوق، قۇشلارنىڭ ئۇچۇشىدىن شۇم پال ئېلىش يوق.

طِيزٌ ج أَطْيَازٌ: كاسا، ساغرا، قۇيرۇق.

طَيْسٌ: كۆپ، نۇرغۇن؛ توپا، تۇپراق؛ كۆپ نەسىل قالدۇرىدىغان (بىلىق، چۈمۈلە قاتارلىقلار).

طَيْشٌ ـ طَيَشَانٌ: قاراملىق، شالاقلىق، تەنتەكلىك.

طَيْشُ الشَّبَابِ: ياشلىقنىڭ قاراملىقى.

طِيطَوِيّ: لايخورەك.

طَيْفٌ ج أَطْيَافٌ: خىيالىي مەنزىرە، ھەسسەن-ھۈسەن؛ چۈش؛ سايە.

طَيْفُ النُّورِ: سپېكتىر (مۇرەككەپ نۇرنىڭ شىشە پرىزما ئارقىلىق ئۆتۈپ، تەركىبىي قىسىملارغا ئايرىلىش نەتىجىسىدە ھاسىل بولىدىغان

رەڭمۇرەڭ سىزىقلار).

طَيْفٌ شَمْسِيٌّ: قوياش سپېكترى.

حِلّ الطَّيْفِ: سپېكترلىق تەھلىل.

طَيْفِيٌّ: سپېكترلىق.

بَحْثُ الطَّيْفِي: سپېكترلىق

الْمَرْقَبُ الطَّيْفِيّ: سپېكتروسكوپ (يورۇقلۇق سپېكترىنىڭ كۆزىتىدىغان قىسمىنى كۆرۈش سېزىمى ئارقىلىق ئاجرىتىپ ئېنىقلاشقا ئىشلىتىلىدىغان بىر خىل يورۇقلۇق ئىلمى ئەسۋابى).

طَيْلَةٌ: ئۆمۈر، ياش.

طَيْلَةَ نِصْفِ قَرْنٍ: يېرىم ئەسىر ئىچىدە.

طَيْلَةَ كَذَا: ھەممە ۋاقىت، پۈتۈن ۋاقىت.

طَيْلَةَ مُدَّةِ الْحَرْبِ: ئۇرۇش ۋاقتىدا، پۈتكۈل ئۇرۇش جەريانىدا.

كَانَ مَشْغُولًا طَيْلَةَ الْعَامِ: يىل بويى مەشغۇل بولدى.

طَيْلِسَانٌ: يېشىل تون، مۇراسىم كىيىمى.

طَيْلَسَانٌ ج طَيَالِسَةٌ: شارپا.

طِيْمَاءُ: سۈپەت، ماھىيەت، ئەسلىي تەبىئەت.

طِينٌ ج أَطْيَانٌ: لاي؛ تەبىئەت، مىجەز، خاراكتېر.

طِينٌ خَزَفِيٌّ: سېغىز لاي.

﴿هُوَ الَّذِي خَلَقَكُمْ مِنْ طِينٍ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ سىلەرنى لايدىن ياراتتى.

زَادَ فِي الطِّينِ بَلَّةً: ئوت ئۈستىگە ياغ چاچتى.

طِينٌ أَسْوَانِيٌّ: خىش، پىششىق كېسەك.

مِنْ طِينٍ وَاحِدٍ: بىر خىل، بىر شەكىل.

أَصْحَابُ الْأَطْيَانِ: يەر ئىگىسى، پومېشچىك.

طِينَةٌ: تەبىئەت، ماھىيەت، خاراكتېر.

أَنَّهُ مِنْ جِلْدَتِهِمْ وَ طِينَتِهِمْ: ئۇنىڭ تەبىئىتى ئۇلارنىڭكى بىلەن ئوخشاش.

يَابِسُ الطِّينَةِ: كاج، تەرسا، ئۆزگەرمەس، جاھىل.

سَكْرَانٌ طِينَةً: غەرق مەست.

مِنْ طِينَةٍ وَاحِدَةٍ: ئەسلى ئوخشاش، بىر خىل.

طِينِيٌّ: سېغىز لاي، لايدىن بولغان.

الْأَرْضُ الطِّينِيَّةُ: سېغىز تۇپىلىق يەر.

طَيْهُوجٌ: قىرغاۋۇل.

طَيٌّ ج أَطْوَاءٌ: قاتلام، قاتلىما، قاتلىنىدىغان.

﴿يَوْمَ نَطْوِي السَّمَاءَ كَطَيِّ السِّجِلِّ﴾ «قۇرئان»: ئۇ كۈندە ئاسماننى قەغەزنى يۆگىگەندەك يۆگەيمىز.

طَيُّ مَجْرَى التَّارِيخِ: تارىخىي تەرەققىيات دەۋرى.

فِي طَيِّهِ: ئۇنىڭ دائىرىسى ئىچىدە.

فِي طَيِّ الرِّسَالَةِ: خەتنىڭ ئىچىدە.

طَيُّ الشَّيْءِ: نەرسىنىڭ ئىچى.

فِي طَيِّ الْغَيْبِ: نامەلۇم.

فِي طَيِّ الْكَلِمَاتِ: مەخپىي، يوشۇرۇن.

طَيَّارٌ ج طَيَّارُونَ: ئۇچقۇچى، ليۇتچىك.

طَيَّارَةٌ ج طَيَّارَاتٌ: ئايال ئۇچقۇچى.

الْجَرَادُ الطَّيَّارَةُ: ئۇچقۇر چېكەتكە.

طَيَّارِيٌّ: ۋاقىتلىق.

خَادِمَةٌ طَيَّارِيٌّ: ۋاقىتلىق ئايال خادىم.

طَيَّاشٌ: بېشى قايغان، يۈتى تايغان، سەرگەردان.

طَيَّانٌ: لايچى، سۇۋاقچى، كېسەكچى.

طَيَّبَ يُطَيِّبُ تَطْيِيبًا الشَّيْءَ: نەرسىنى خۇش پۇراق قىلدى.

طَيَّبَ الطَّعَامَ: تاماققا تېتىتقۇ سالدى.

طَيَّبَ خَاطِرَهُ: ئۇنىڭغا ئىلھام بەردى، ئۇنى خۇشال قىلدى، مەمنۇن قىلدى.

طَيَّبَهُ: ئۇنى ياخشىلىدى، تۈزەتتى، ساقايتتى.

طَيَّبَ اللّٰهُ ثَرَاهُ: ئاللاھ ئۇنىڭ تۇپرىقىنى خۇش پۇراق قىلسۇن (مېيىت ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان سۆز).

طَيِّبٌ ج طَيِّبُونَ م طَيِّبَةٌ ج طَيِّبَاتٌ وَ طُوبَى: ياخشى، ئوبدان، شېرىن، ھالال.

طَيِّبُ الْخُلُقِ: ئەخلاقلىق.

طَيِّبُ الرَّائِحَةِ: خۇش پۇراق.

طَيِّبُ الْقَلْبِ: ۋىجدانلىق، كۆڭلى ياخشى، نىيىتى تۈز.

طَيِّبُ الذِّكْرِ: ئابرۇيلۇق، نامى ياخشى.

طَيِّبُ النَّفْسِ: كۆڭلى ياخشى.

كُلَّ سَنَةٍ وَأَنْتَ طَيِّبٌ: يېڭى يىلىڭىزغا مۇبارەك بولسۇن.

هَذَا طَعَامٌ طَيِّبٌ: بۇ شېرىن تاماق.

هَذَا رَجُلٌ طَيِّبٌ: بۇ ياخشى ئادەم.

﴿قُلْ لَا يَسْتَوِي الْخَبِيثُ وَالطَّيِّبُ وَلَوْ أَعْجَبَكَ كَثْرَةُ الْخَبِيثِ﴾ ‹قرآن›: (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، گەرچە هارامنىڭ كۆپلۈكى (ئى تىڭشىغۇچى) سېنى ئەجەبلەندۈرسىمۇ، هارام بىلەن هالال باراۋەر ئەمەس.

﴿كُلُوا مِنْ طَيِّبَاتِ مَارَزَقْنَاكُمْ﴾ ‹قرآن›: (بىز سىلەرگە) «رىزىق» قىلىپ بەرگەن پاك، شېرىن نەرسىلەردىن يەپ-ئىچىڭلار.

تُرْبَةٌ طَيِّبَةٌ: ياخشى تۇپراق.

طَيِّبَةٌ ج طَيِّبَاتٌ: بىر قاتلام قاتلاش.

«لَانَعْرِفُ مَايَحْمِلُهُ لَنَا الْمُسْتَقْبَلُ فِي طَيَّاتِهِ»: كەلگۈسىدە نېمىلەر بولىدىغانلىقىنى بىز بىلمەيمىز.

طِيَّةٌ ج طِيَّاتٌ: نىيەت، مەقسەت، غەرەز، مۇددىئا، نىشان، تىلەك؛ ئارمان، ئۆي.

حَمَلَ فِي طِيَّاتِهِ: ئۆز ئىچىگە ئالدى.

طَيَّحَ يُطَيِّحُ تَطْيِيحًا: يوقاتتى، هالاك قىلدى.

طَيَّخَ يُطَيِّخُ تَطْيِيخًا الْأَمْرَ: ئىشنى بۇزدى.

طَيَّرَ يُطَيِّرُ تَطْيِيرًا: ئۇچۇردى.

طَيَّرَ الطَّيَّارَةَ: لەگلەك ئۇچۇردى.

طَيَّرَ الْبَرْقِيَّةَ: تېلېگراما بەردى.

طَيَّرَ الْخَبَرَ: خەۋەر تارقاتتى.

طَيَّرَ النَّوْمَ مِنْ عَيْنِهِ: ئۇيقۇسىنى قاچۇردى.

طَيَّرَ الْمَالَ: مالنى تەقسىم قىلدى.

طَيِّعٌ ج طَيِّعُونَ: ئىتائەت قىلغۇچى، بويسۇنغۇچى.

طَيَّفَ يُطَيِّفُ تَطْيِيفًا: ئايلىنىپ ماڭدى.

طَيَّنَ يُطَيِّنُ تَطْيِينًا الْحَائِطَ: تامنى سۇۋىدى.

# ظ

ظ ‹ظاء›: ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ 17 ـ ھەرپى بولۇپ ئەبجەد ھېسابىدا «900» نى كۆرسىتىدۇ.

ظَاءَبَ يَظَاءِبُ مُظَاءَبَةً: باجا بولۇشتى.

ظَاءَرَ يُظَائِرُ مُظَاءَرَةً الرَّجُلُ: كىشى ئېنىكئانا ياللىدى.

ظَاءَرَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال ئېنىكئانا بولدى.

ظَاءَمَ يُظَاءِمُ مُظَاءَمَةً: قايىچا قودا بولۇشتى.

ظَارٍ (الظَّارِي): ئېقىن، ئاققۇچى؛ چېشلىۋالغۇچى.

ظَافِرٌ: غالىب، يەڭگۈچى، غەلىبە قىلغۇچى، زەپەر تاپقۇچى.

ظَالِعٌ ج ظُلَّعٌ م ظَالِعَةٌ ج ظَوَالِعُ: ئاقساق، توكۇر.

ظَالَفَ يُظَالِفُ مُظَالَفَةً أَثَرَهُ: ئىزىنى ئۆچۈرۈۋەتتى.

ظَالِمٌ ج ظَالِمُونَ وَ ظَلَمَةٌ وَ ظُلَّامٌ: زۇلۇم قىلغۇچى، زالىم، ئادالەتسىز، ئەزگۈچى.

﴿وَمِنْ ذُرِّيَّتِهِمَا مُحْسِنٌ وَظَالِمٌ لِنَفْسِهِ﴾ ‹قۇرئان›: ئۇلارنىڭ نەسلىدىن ياخشى ئىش قىلغۇچىلارمۇ (گۇناھ ۋە كۇفرى بىلەن ئۆزىگە زۇلۇم قىلغۇچىلارمۇ چىقىدۇ.

حَاكِمٌ ظَالِمٌ: مۇستەبىت ھاكىم.

ظَامِئٌ م ظَامِئَةٌ ج ظِمَاءٌ: ئۇسسۇز، چاڭقىغان، تەشنا.

ظَاهَرَ يُظَاهِرُ مُظَاهَرَةً — هُ: قوللىدى، ياردەملەشتى.

ظَاهَرَ يُظَاهِرُ ظِهَارًا إِمْرَأَتَهُ: ئايالىنى زىھار قىلدى (ئايالىنى سەن ماڭا ئانامدەك ھارام، دېدى).

﴿اَلَّذِينَ يُظَاهِرُونَ مِنْكُمْ مِنْ نِسَائِهِمْ مَا هُنَّ أُمَّهَاتِهِمْ﴾ ‹قۇرئان›: سىلەردىن ئاياللىرىنى زىھار قىلغانلارنىڭ ئاياللىرى ئۇلارنىڭ ئانىلىرى ئەمەستۇر.

ظَاهِرٌ: ئاشكارا، ئوچۇق.

«وَعِلْمُكَ قَبْلَهُ أَمْسَى خَفِيًّا فَأَصْبَحَ ظَاهِرًا هَذَا الْخَفِيُّ»: ئالىملىقىنىڭ بۇرۇن بىلىنمىگەنىكەن، ئەمدى ئاشكارىلاندى.

ظَاهِرُ الْبَلَدِ: شەھەر ئەتراپى.

فِي الظَّاهِرِ: قارىماققا، كۆرۈنۈشتە؛ ئېنىق.

«أَصْبَحَتِ الْحَقِيقَةُ ظَاهِرَةً لِلْجَمِيعِ»: ھەقىقەت ھەممىگە ئايان بولدى.

حَكَمَ عَلَى النَّاسِ بِظَاهِرِهِمْ: كىشىلەرنىڭ سىرتىدىن باھا بەردى.

حَسْبَ الظَّاهِرِ: سىرتقى كۆرۈنۈشى بويىچە، قارىماققا.

مِنَ الظَّاهِرِ: سىرتىدىن، سىرتقى كۆرۈنۈشىدىن.

اَلظَّاهِرُ: ئاللاتائالانىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، ناھايىتى ئاشكارا دېگەن مەنىدە (يەنى، مەۋجۇتلۇقىنى كۆرسەتكۈچى دەلىللەر بىلەن ئەقىللەرگە ئاشكارىدۇر).

﴿هُوَ الْأَوَّلُ وَالْآخِرُ وَالظَّاهِرُ وَالْبَاطِنُ﴾ ‹قۇرئان›: ئاللاھنىڭ ئىپتىداسى يوقتۇر، ئىنتىھاسى يوقتۇر، (ئاللاھ) ئاشكارىدۇر (يەنى، مەۋجۇتلۇقىنى كۆرسەتكۈچى دەلىللەر بىلەن ئەقىللەرگە ئاشكارىدۇر)، مەخپىيدۇر (يەنى، ئۇنى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدۇ، ئۇنىڭ زاتىنىڭ ماھىيىتىنى تونۇشقا ئەقىللەر ئېرىشەلمەيدۇ).

ظَاهِرَةٌ ج ظَاهِرَاتٌ وَ ظَوَاهِرُ: ھادىسە؛ كۆرۈنۈش.

ظَاهِرَةٌ جَوِّيَّةٌ: ھاۋا رايى.

ظَاهِرَةٌ عِلْمِيَّةٌ أَوْطَبِيعِيَّةٌ: تەبىئىي ھادىسە.

ظَوَاهِرُ الْحَيَاةِ: ھاياتلىق ھادىسىلىرى.

عِلْمُ الظَّوَاهِرِ الْجَوِّيَّةِ: ھاۋا رايى ئىلمى، مېتېئورولوگىيە.

ظَاهِرِيٌّ: تاشقى كۆرۈنۈشى، سىرتقى يۈزى.

ظَأَبَ يَظْأَبُ ظَأْبًا: توي قىلدى، ئۆيلەندى؛ ئەزدى، زۇلۇم قىلدى.

ظَأَبَ التَّيْسُ: تېكە مەرىدى.

ظَأْبٌ ج ظُؤُوبٌ وَ أَظْؤُبٌ: باجا.

ظَأَتَ يَظْأَتُ ظَأْتًا فُلاَنًا: بوغۇپ ئۆلتۈردى.

ظَأَرَ يَظْأَرُ ظَأْرًا وَ ظِئَارًا عَلَى الْعَدُوِّ: دۈشمەنگە ھۇجۇم قىلدى.

ظَأَرَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال ئىنىكئانا بولدى.

ظِئْرٌ ج أَظْؤُرٌ وَ أَظْآرٌ وَ ظُئُورٌ: ئىنىكئانا، سۈت ئانىسى.

«ظِئْرٌ رَؤُومٌ خَيْرٌ مِنْ أُمٍّ سَؤُومٍ»: كۆيۈمچان ئىنىكئانا كۆيۈمسىز ئانىدىن ياخشى.

ظِئْرَةٌ: تېرەك.

ظُؤْرَةٌ: تۇغۇت ئانا، ئىنىكئانا.

ظَأْظَأَ يُظَأْظِئُ ظَأْظَأَةً التَّيْسُ: تېكە مەرىدى.

ظَأْمٌ: باجا.

ظُبَةٌ ج ظُبَاتٌ وَ ظُبًى وَ ظُبُونٌ وَ أَظْبٌ: قىلىچنىڭ بىسى، تىغ.

ظُبَةُ السِّنَانِ: نەيزىنىڭ ئۇچى.

ظُبَةُ الْخَنْجَرِ: خەنجەرنىڭ بىسى.

ظَبَطٌ: لاي، پاتقاق.

ظَبْيٌ ج ظِبَاءٌ وَ ظَبَيَاتٌ وَ أَظْبٍ وَ ظُبِيٌّ: بۆكەن، ئېيار كېيىكى.

ظَبْيٌ عَرَبِيٌّ: كېيىك، ئاھۇ.

ظَبْيَةٌ ج ظِبَاءٌ وَ ظَبَيَاتٌ: چىشى بۆكەن.

ظَرَافَةٌ: سەلىقىلىق، سىپايىلىق، نازاكەتلىك، ئەدەپلىك، كىلىشىملىك، چىرايلىقلىق؛ ھوشيار بولماق، زېرەك بولماق.

ظَرِبَ يَظْرَبُ ظَرَبًا بِكَذَا: چاپلاشتى، يېپىشتى.

ظَرِبٌ ج ظِرَابٌ وَ أَظْرُبٌ: ئۇچلۇق تاش، تاغ تىزمىسى، كىچىك تۆپىلىك.

ظَرْبٌ: پاكار، دوغىلاق ئادەم.

ظَرِبَانٌ ج ظَرْبَى وَ ظَرَابِينُ وَ ظَرَابِيٌّ: بۇلغۇن.

ظُرٌّ / ظِرٌّ ج ظِرَارٌ وَ ظِرَّانٌ: چاقماق تېشى؛ تاش قورال.

اَلْعَصْرُ الظِّرِّيُّ: تاش قورال دەۋرى.

اَلطَّوْرُ الظِّرَّانِيُّ: تاش قورال دەۋرى.

ظَرَّفَ يُظَرِّفُ تَظْرِيفًا: زىننەتلىدى، بېزىدى.

ظَرَّفَهُ: ئۇنى غىلاپقا سالدى.

ظِرِّيٌّ: تاش سايمان.

اَلطَّوْرُ الظِّرِّيُّ: تاش قورال دەۋرى.

ظَرَطَ يَظْرِطُ ظَرْطًا وَ ظَرِيطًا: ئوسۇردى، يەل چىقاردى.

ظَرُفَ يَظْرُفُ ظَرْفًا وَ ظَرَافَةً: ئەقىللىق بولدى، زېرەك بولدى، مەدەنىي بولدى.

ظَرْفٌ ج ظُرُوفٌ: قاچا، تۇلۇم؛ لىپاپ، كونۋېرت؛ ئەھۋال، شارائىت؛ ئەقىل، پاراسەت؛ سىلىقلىق؛ مەدەنىيەتلىك؛ زېرەكلىك.

ظَرْفُ زَمَانٍ أَوْ مَكَانٍ (فِي النَّحْوِ): ۋاقىت تولدۇرغۇچى.

اَلظَّرْفُ فِي اللِّسَانِ: نەپىسلىك تىلدا بولىدۇ.

«أَعِدْ كُلَّ نَوْعٍ مِنَ الْبِضَاعَةِ إِلَى ظَرْفِهِ»: مالنىڭ ھەر خىلىنى ئۆز قاچىسىغا قاچىلا.

«وَضَعْتُ الرِّسَالَةَ فِي الظَّرْفِ وَ أَرْسَلْتُهَا بِالْبَرِيدِ»: خەتنى كونۋېرتقا سېلىپ پوچتىدىن يوللىۋەتتىم.

«إِنَّنَا فِي ظَرْفٍ صَعْبٍ»: بىز قىيىن شارائىتتا تۇرماقتىمىز.

ظَرْفِيٌّ: ۋاقىت تولدۇرغۇچى.

دَلِيلٌ ظَرْفِيٌّ: يىپ ئۇچى، ئوبيېكتىپ پاكىت.

ظَرْفِيَّةٌ: زامان، ماكان تولدۇرغۇچىسى.

ظُرُوفٌ: ئەھۋال، ھالەت، شارائىت، مۇھىت.

اَلظُّرُوفُ الْحَاضِرَةُ: ھازىرقى ئەھۋال، ھازىرقى شەرت-شارائىت.

فِي ظُرُوفِ الْأُسْبُوعِ: بىر ھەپتە ئىچىدە.

«سَوْفَ أَزُورُكَ عِنْدَمَا تَسْمَحُ لِي الظُّرُوفُ بِذَالِكَ»: شارائىت يار بەرسە، مەن سىزنى يوقلايمەن.

ظُرُوفٌ مُحَدَّدَةٌ: چەكلىك شەرت-شارائىت.

«عَلَيْكَ أَنْ تُعَالِجَ هَذَا الْأَمْرَ وَفْقًا لِلظُّرُوفِ»: بۇ ئىشنى ئەھۋالغا قاراپ بىر تەرەپ قىلىشىڭ كېرەك.

«لَقَدْ تَغَيَّرَتِ الظُّرُوفُ الصِّحِّيَّةُ فِي الْمَنَاطِقِ الْجَبَلِيَّةِ تَغَيُّرًا كَبِيرًا»: تاغلىق رايونلاردا ساقلىقنى ساقلاش شارائىتى زور دەرىجىدە ئۆزگەردى.

ظَرِيَ يَظْرِي ظَرْيًا الْمَاءُ: سۇ ئاقتى.

ظَرِيَ يَظْرَى ظَرًى الْغُلَامُ: بالا پاراسەتلىك بولدى، زېرەك بولدى.

ظَرِيرٌ ج ظِرَارٌ و أَظِرَّةٌ و ظُرَّانٌ: تاش بەلگە، يول بەلگىسى.

ظَرِيفٌ ج ظِرَافٌ و ظُرَفَاءُ م ظَرِيفَةٌ ج ظَرِيفَاتٌ وَ ظَرَائِفُ: ھوشيار، زېرەك، چېچەن؛ ماھىر، پىشقان ئۇستا.

«زَاهِدٌ عَابِدٌ شَرِيفٌ ظَرِيفٌ عَالِمٌ بَارِعٌ جَمِيلُ الصِّفَاتِ»: ئۇ، پەرھىزكار، ئىبادەتگۈي، ئېسىل، چېچەن، ھەممىنى تالدۇرغۇدەك ئالىم. بارچە گۈزەل سۈپەتلەر ئۇنىڭدا تېپىلىدۇ.

ظِعَانٌ: كاجۇۋىنى تاڭىدىغان ئارغامچا.

ظَعَنَ يَظْعَنُ ظَعْنًا و ظَعَنًا و ظُعُونًا و مَظْعَنًا: كۆچتى، يۆتكەلدى.

«ظَعَنَتِ الْقَبِيلَةُ إِلَى مَكَانٍ كَثِيرِ الْمَرْعَى»: قەبىلە ئوت-چۆپ مول جايغا يۆتكەلدى.

ظَعْنٌ: كۆچمەك، يۆتكەلمەك، رەھلەت قىلماق.

﴿تَسْتَخِفُّونَهَا يَوْمَ ظَعْنِكُمْ وَيَوْمَ إِقَامَتِكُمْ﴾ «قۇرئان»: كۆچكەن كۈنۈڭلاردىمۇ، تۇرغان كۈنۈڭلاردىمۇ ئۇنىڭ يېنىكلىكىنى ھېس قىلىسىلەر.

ظَعْنَةٌ ج ظَعَنٌ: قىسقا مۇساپىلىك سەپەر.

ظُعُونٌ وَظَعُونَةٌ ج ظُعُنٌ: يۈك تۆگىسى.

ظَعِينَةٌ ج ظَعَائِنُ وَ ظُعْنٌ جج أَظْعَانٌ وَ ظُعُنَاتٌ: كاجۇۋا؛ كاجۇۋىدىكى ئايال؛ كىشىنىڭ ئايالى، يۈك-تاق ئارتىدىغان تۆگە، تەختىراۋاندىكى ئايال.

ظَفَرَ يَظْفِرُ ظَفْرًا ــــ هُ: تىرنىقىنى پاتۇردى، مورلىدى.

ظَفَرَ فُلَانًا: تىرنىقىنى سۇندۇردى.

مَا ظَفَرَتْكَ عَيْنِي مُنْذُ زَمَانٍ: سىزنى خېلىدىن بېرى كۆرمىدىم.

ظَفِرَ يَظْفَرُ ظَفَرًا الْمَطْلُوبَ: مەقسىتىگە ئېرىشتى.

ظَفِرَ بِمَا أَرَادَ: مەقسىتىگە يەتتى.

ظَفِرَ عَلَيْهِ: يەڭدى، غالىب كەلدى.

ظُفْرٌ / ظِفْرٌ ج أَظْفَارٌ جج أَظَافِيرُ: تىرناق.

ظِفْرُ الطَّيْرِ: قۇشنىڭ تىرنىقى.

﴿وَعَلَى الَّذِينَ هَادُوا حَرَّمْنَا كُلَّ ذِي ظُفُرٍ﴾ «قۇرئان»: يەھۇدىيلارغا تۇم تۇياقلىق (يەنى، تۆگە، تۆگىقۇشقا ئوخشاش ئاچا تۇياقلىق بولماي، تۇم تۇياقلىق بولغان) ھايۋانلارنىڭ ھەممىسىنى ھارام قىلدۇق.

رَأَيْتُهُ بِظُفْرِهِ: مەن كۆرگەن ئادەم دەل شۇ.

مِقَصُّ الْأَظَافِيرِ: تىرناقئالغۇچ.

قُلِّمَتْ أَظْفَارُهُ: تۆگەشتى.

مُنْذُ نُعُومَةِ أَظْفَارِهِ: باللىق چاغلىرىدىن باشلاپ.

ظَفَرٌ: مەقسەتكە ئېرىشمەك، زەپەر تاپماق، غەلىبە قىلماق، نۇسرەت قازانماق.

ظَفِرٌ: غالىب، يەڭگۈچى، غەلىبە قىلغۇچى، زەپەر

تاپقۇچى.

ظَفَّرَ يُظَفِّرُ تَظْفِيرًا ـــ هُ: تىرنىقىنى پاتۇردى، مورلىدى.

ظَفَّرَهُ بِعَدُوِّهِ: دۈشمىنى ئۈستىدىن غەلىبە قىلدى.

ظَلاَعٌ: ئۇلاغنىڭ پۇتىدىكى كېسەللىك، رېماتىزم.

ظَلاَمٌ: قاراڭغۇ، زۇلمەت، غۇۋا.

«اِخْتَبَأَ اِلَى أَنْ عَمَّ الظَّلاَمُ الْقَرْيَةَ»: يېزىنى قاراڭغۇلۇق قاپلىغانغا قەدەر يوشۇرۇندى.

تَحْتَ جُنْحِ الظَّلاَمِ: قاراڭغۇلۇق ئاستىدا.

ظَلاَمٌ حَالِكٌ: قاپقاراڭغۇ.

«هَرَبَ تَحْتَ جُنْحِ الظَّلاَمِ»: قاراڭغۇدىن پايدىلىنىپ قاچتى.

ظَلاَمَةٌ ج ظَلاَمَاتٌ: ئادالەتسىزلىك، ناھەقچىلىك.

عِنْدَهُ ظَلاَمَتِي: مېنىڭدىن تارتىۋالغان نەرسە ئۇنىڭ يېنىدا بار.

شَكَا إِلَى الْقَاضِي ظُلاَمَتَهُ: قازىغا ئۆزىنىڭ ناھەقچىلىككە ئۇچرىغانلىقىنى ئەرز قىلدى.

ظَلاَمِيٌّ: رەھىمسىز، شەپقەتسىز، ياۋۇز، ئەزگۈچى، زىيانكەش.

ظَلَطٌ: شېغىل، ئۇششاق تاش.

وَابُورُ الظَّلَطِ: يول چىڭداش ماشىنىسى.

ظَلَعَ يَظْلَعُ ظَلْعًا الْبَعِيرُ: تۆگە ئاقساپ ماڭدى.

ظَلْعٌ: ئاقساماق؛ كەمچىلىك، نۇقسان، ئەيىب.

ارْبَعْ عَلَى ظَلْعِكَ: زورلىماڭ.

ظَلَفَ يَظْلِفُ ظَلْفًا نَفْسَهُ عَنِ الشَّيْءِ: ئۆزىنى تۇتۇۋالدى.

ظَلَفَهُ: تىرنىقى ئاغرىپ قالدى.

ظَلَفَ الْقَوْمَ: قوۋمنىڭ ئىزىغا چۈشتى، ئەگەشتى.

ظَلِفَ يَظْلَفُ ظَلَفًا: قېتىپ كەتتى.

ظَلِفَتِ الْأَرْضُ: يەر قېتىپ كەتتى.

ظِلْفٌ ج ظُلُوفٌ وَ أَظْلاَفٌ: ئاچا تۇياق؛ ئىز، ئاياغ ئىزى.

«جَاؤُوا عَلَى ظِلْفِهِ»: ئۇلار ئۇنىڭ ئىزىدىن كەلدى.

ظَلْفٌ: بىھۇدە، بىكار.

«ذَهَبَ دَمُهُ ظَلْفًا»: ئۇنىڭ خۇنى بىكارغا كەتتى.

أَرْضٌ ظَلِفَةٌ: قاتتىق يەر.

إِمْرَأَةٌ ظَلِفَةُ النَّفْسِ: پاك ئايال، ئېپپەتلىك ئايال.

ظَلَّ يَظَلُّ ظَلًّا وَ ظُلُولاً الْعَمَلَ: ئىشنى داۋاملاشتۇردى، توختاتمىدى.

﴿قَالُوا نَعْبُدُ أَصْنَامًا فَنَظَلُّ لَهَا عَاكِفِينَ﴾ «قرآن»: ئۇلار: «بۇتلارغا ئىبادەت قىلىمىز، بۇ ئىبادەتنى داۋاملاشتۇرىمىز»، دېيىشتى.

«ظَلَّ عَامِلاً حَتَّى غُرُوبِ الشَّمْسِ»: ئۇ ھەتتا كۈن ئولتۇرغۇچە ئىشلىدى.

ظَلَّ يَظِلُّ ظَلًّا وَ ظَلاَلَةً الْيَوْمُ: كۈن تۇتۇق بولدى، سالقىن بولدى.

ظِلٌّ ج ظِلاَلٌ وَ ظُلُولٌ وَ أَظْلاَلٌ: سايە، كۆلەڭگە.

بُسْتَانٌ ظِلٌّ: سايىلىك باغچە.

خَفِيفُ الظِّلِّ: سىلىق، مۇلايىم، ياۋاش.

﴿وَاللهُ جَعَلَ لَكُمْ مِمَّا خَلَقَ ظِلاَلاً﴾ «قرآن»: ئاللاھ سىلەرگە ئۆزى ياراتقان نەرسىلەر (يەنى، دەرەخلەر، تاغلار ۋە بىنالار)دىن (كۈننىڭ ھارارىتىدىن ساقلىنىدىغان) سايىلەرنى قىلىپ بەردى.

﴿وَمَا يَسْتَوِي الْأَعْمَى وَالْبَصِيرُ وَ لاَ الظُّلُمَاتُ وَ لاَ النُّورُ وَ لاَ الظِّلُّ وَ لاَ الْحَرُورُ﴾ «قرآن»: كور ئادەم بىلەن كۆزى ساق ئادەم (يەنى، كاپىر بىلەن مۆئمىن) باراۋەر بولمايدۇ. زۇلمەت بىلەن نۇر (يەنى، باتىل بىلەن ھەق) باراۋەر بولمايدۇ. سايە بىلەن ئىسسىق (يەنى، جەننەت بىلەن دوزاخ) باراۋەر بولمايدۇ.

خِفَّةُ الظِّلِّ: مۆتىدىل، ئىلمان.

ثَقِيلُ الظِّلِّ: ئادەمنى بىزار قىلىدىغان، زېرىكتۈرىدىغان؛ غەمكىن، مەيۇس؛ تەلۋە،

تەنتەك.

«لَا ظِلَّ لَهُ مِنَ الْحَقِيقَةِ»: ئۇنىڭدا ھەقىقەتتىن ئەسەر يوق.

تَقَلَّصَ ظِلُّهُ: ئاستا-ئاستا يوقالدى، مۇنقەرىز بولدى.

ظِلَّةٌ طَبِيعِيَّةٌ: تەبىئى توساق.

يَعِيشُ فِي ظِلِّ فُلَانٍ: پالانىنىڭ سايىسىدە ياشايدۇ، پالانىنىڭ ھىمايىسىدە ياشايدۇ.

ظَلَّامٌ ج ظَلَّامُونَ: ئەزگۈچى، زومىگەر، ئەشەددىي زالىم، زۇلۇم قىلغۇچى.

﴿وَمَا رَبُّكَ بِظَلَّامٍ لِلْعَبِيدِ﴾ ‹قرآن›: پەرۋەردىگارىڭ بەندىلەرگە زۇلۇم قىلغۇچى ئەمەستۇر.

ظَلَّ الشَّيْءُ: نەرسە ئۇزىرىدى.

ظَلَّ الشَّجَرُ: دەرەخ سايىلىك بولدى.

ظُلَّةٌ ج ظُلَلٌ وَ ظِلَالٌ: چېدىر، سايىۋەن، ساتما؛ شالدىن ياسالغان ئۆي.

﴿وَإِذْ نَتَقْنَا الْجَبَلَ فَوْقَهُمْ كَأَنَّهُ ظُلَّةٌ﴾ ‹قرآن›: تۇر ۋاقتىدا (تۇر) تاغنى قومۇرۇپ، ئۇلارنىڭ ئۈستىگە سايىۋەندەك تىكلىدۇق.

ظَلَّفَ يُظَلِّفُ تَظْلِيفًا: ئاشتى، كۆپەيدى، ئۆستى.

ظَلَّلَ يُظَلِّلُ تَظْلِيلًا: سايە تاشلىدى، يېپىۋالدى.

«جَلَسَ تَحْتَ شَجَرَةٍ كَانَتْ تُظَلِّلُهُ مِنَ الشَّمْسِ الْمُحْرِقَةِ»: قىزىق قۇياشتىن دالدىلىنىپ سايىلىك دەرەخ ئاستىدا ئولتۇردى.

«ظَلِيمٌ»: ئەزگۈچى، زومىگەر، ئەشەددىي زالىم.

ظَلَمَ يَظْلِمُ ظُلْمًا وَ مَظْلَمَةً: زۇلۇم قىلدى، خارلىدى، ئەزدى، زىيانكەشلىك قىلدى.

﴿وَمَنْ يَتَعَدَّ حُدُودَ اللهِ فَقَدْ ظَلَمَ نَفْسَهُ﴾ ‹قرآن›: كىمكى ئاللاھنىڭ قانۇنىدىن ھالقىپ ئۆتۈپ كېتىدىكەن، ئۇ ئۆزىگە زۇلۇم قىلغان بولىدۇ.

«مَنْ أَشْبَهَ أَبَاهُ فَمَا ظَلَمَ»: دادىسىغا ئوخشىغان ئادەم توغرا يولدا ماڭغان بولىدۇ.

«ظَلَمَ فُلَانًا حَقَّهُ»: پالانىنىڭ ھەققىنى يەۋالدى.

ظَلِمَ يَظْلَمُ ظَلَمًا الشَّيْءُ: قارايدى، قارىداپ كەتتى.

ظَلِمَ اللَّيْلُ: كېچە زۇلمەت قاراڭغۇ بولدى.

ظُلْمٌ: زۇلۇم قىلماق، ئەزمەك؛ زۇلۇم، ئادالەتسىزلىك.

ظُلْمٌ طَبَقِيٌّ: سىنىپىي زۇلۇم.

ظُلْمًا: مەجبۇرىي، ناھەق، زورمۇزور.

﴿يَا بُنَيَّ لَاتُشْرِكْ بِاللهِ إِنَّ الشِّرْكَ لَظُلْمٌ عَظِيمٌ﴾ ‹قرآن›: ئى ئوغۇلچىقىم، ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرمىگىن، شېرىك كەلتۈرۈش ھەقىقەتەن چوڭ گۇناھدۇر.

«إِتَّقُوا الظُّلْمَ فَإِنَّ الظُّلْمَ ظُلُمَاتٌ يَوْمَ الْقِيَامَةِ» ‹حديث›: زۇلۇم قىلىشتىن ساقلىنىڭلار، ھەقىقەتەن زۇلۇم دېگەن قىيامەت كۈنىدە قاراڭغۇ زۇلمەت بولىدۇ.

ظَلْمَاءُ: قاراڭغۇ، زۇلمەت، غۇۋا.

لَيْلَةٌ ظَلْمَاءُ: قاراڭغۇ كېچە.

ظُلْمَةٌ ج ظُلَمٌ وَ ظُلُمَاتٌ: قاراڭغۇلۇق، زۇلمەت.

ظُلُمَاتٌ بَهِيمِيَّةٌ: قاپقاراڭغۇ، تۇم قارا.

بَحْرُ الظُّلُمَاتِ: ئاتلانتىك ئوكيان.

﴿وَمَا يَسْتَوِي الْأَعْمَى وَالْبَصِيرُ وَلَا الظُّلُمَاتُ وَلَا النُّورُ﴾ ‹قرآن›: كور ئادەم بىلەن كۆزى ساق ئادەم باراۋەر بولمايدۇ، زۇلمەت بىلەن نۇر باراۋەر بولمايدۇ.

ظَلُومٌ: ئەزگۈچى، زومىگەر، ئەشەددىي زالىم.

﴿وَإِنْ تَعُدُّوا نِعْمَةَ اللهِ لَا تُحْصُوهَا إِنَّ الْإِنْسَانَ لَظَلُومٌ كَفَّارٌ﴾ ‹قرآن›: سىلەر ئاللاھنىڭ نېمىتىنى ساناپ تۈگىتەلمەيسىلەر، كاپىر ئادەم شەك-شۈبھىسىزكى، زۇلۇم قىلغۇچىدۇر (ئاللاھنىڭ نېمەتلىرىگە) كۇفرىلىق قىلغۇچىدۇر.

رَجُلٌ ظَلُومٌ: زومىگەر ئادەم.

إِمْرَأَةٌ ظَلُومٌ: زومىگەر خوتۇن.

ظَلِيفٌ ج ظُلُفٌ وَ ظُلُفٌ: قاتتىق يەر؛ ئازاب ـ ئوقۇبەت؛ مەككار؛ پالاكەت، ئاپەت، شۇم پېشانە، بىكار، ئورۇنسىز.

أَرْضٌ ظَلِيفَةٌ: قاتتىق يەر.

ظَلِيلٌ: سايىلىك، ئاپتاپ چۈشمەيدىغان، كۆلەڭگە.

﴿وَنُدْخِلُهُمْ ظِلًّا ظَلِيلًا﴾ «قۇرئان»: ئۇلارنى جەننەتنىڭ مەڭگۈلۈك سايىسىگە داخىل قىلىمىز.

ظَلِيمٌ ج ظُلْمَانٌ ظِلْمَانٌ وَ أَظْلِمَةٌ: ئېرىلگۈچى؛ ئەركەك تۆگە قۇشى.

ظَمْآنٌ م ظَمْآى ج ظِمَاءٌ: ئۇسسۇز، چاڭقىغان، تەشنا.

«شَرِبْتُ شُرْبَةَ الظَّمْآنِ»: مەن ئۇسسۇزلۇق ئىچتىم.

﴿كَسَرَابٍ بِقِيعَةٍ يَحْسَبُهُ الظَّمْآنُ مَاءً﴾ «قۇرئان»:... باياۋاندىكى سەرابقا ئوخشايدۇ، تەشنا ئادەم ئۇنى سۇ دەپ گۇمان قىلىدۇ.

ظَمَأٌ. ظَمَاءٌ: قاتتىق تەشنالىق.

«رَوَّى ظَمَأَهُ»: ئۇسسۇزلۇقنى باستى، تەشنالىقنى قاندۇردى.

ظَمْأٌ. ظَمَاءٌ. ظَمَاءَةٌ: ئۇسسىماق؛ تەشنا بولماق، سېغىنماق.

ظَمِئَ يَظْمَأُ ظَمَأً وَ ظَمَاءً وَ ظَمَاءَةً: ئۇسساپ كەتتى، چاڭقاپ كەتتى.

ظَمِئَ إِلَيْهِ: ئۇنىڭغا تەشنا بولدى، ئىنتىزار بولدى، سېغىندى.

﴿وَأَنَّكَ لَا تَظْمَأُ فِيهَا وَلَا تَضْحَى﴾ «قۇرئان»: ھەمدە ئۇنىڭدا ھەققەتەن ئۇسساپ كەتمەيسەن، ئىسسىپ كەتمەيسەن.

«ظَمِئْتُ فَأَخَذْتُ أَبْحَثُ عَنْ مَاءٍ»: چاڭقاپ كېتىپ سۇ ئىزدەشكە باشلىدىم.

ظَمَّأَ يُظَمِّئُ تَظْمِيئًا فُلَانًا: پالانىنى ئۇسسىتىۋەتتى.

ظَمَّأَ الْفَرَسَ: ئاتنى ئورۇقلىتىۋەتتى.

ظَمِيٌّ: قوڭۇر.

ظَمِئٌ م ظَمِئَةٌ ج ظِمَاءٌ: ئۇسسۇز، چاڭقىغان، تەشنا.

ظِنْبٌ: دەرەخ يىلتىزى.

ظُنْبُوبٌ ج ظَنَابِيبُ: پاچاق، پاقالچاق.

«قَرَعَ ظَنَابِيبَ الْأَمْرِ»: قىيىنچىلىقنى يەڭدى.

ظَنَّ يَظُنُّ ظَنًّا الشَّيْءَ: گۇمان قىلدى، گۇمانلاندى.

﴿وَقَالَ لِلَّذِي ظَنَّ أَنَّهُ نَاجٍ مِنْهُمَا اذْكُرْنِي عِنْدَ رَبِّكَ﴾ «قۇرئان»: يۈسۈف ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئۆزىنىڭ قۇتۇلۇشىغا ئىشەنگەن بىرسىگە (يەنى ساقىيغا): «مېنى خوجايىنىڭنىڭ ئالدىدا ئەسلەپ قويغىن»، دېگەنىدى.

ظَنَّ الشَّيْءَ: جەزم قىلدى، ئىشەنچلىك، دەپ قارىدى.

﴿وَظَنُّوا أَنْ لَا مَلْجَأَ مِنَ اللهِ إِلَّا إِلَيْهِ﴾ «قۇرئان»: ئۇلار ئاللاھقا تەۋبە قىلماي تۇرۇپ، ئاللاھنىڭ غەزىپىدىن قۇتۇلۇش مۇمكىن ئەمەسلىكىگە ئىشەنگەنىدى.

ظَنَّ بِهِ الظُّنُونَ: ئويلىدى، تەخمىن قىلدى، مۆلچەرلىدى.

«مَا أَظُنُّ ابْنَكَ مُتَخَلِّفًا عَنْ أَدَاءِ وَاجِبِ الْجُنْدِيَّةِ»: ئوغلۇڭنى ھەربىي خىزمەت ئۆتەش ۋەزىپىسىدىن باش تارتتى، دەپ گۇمانلانمايمەن.

ظَنٌّ: ئويلىماق، تەسەۋۋۇر قىلماق؛ ئىشەنمەك.

حُسْنُ الظَّنِّ: ياخشى دەپ قارىماق، ياخشى ئويدا بولماق، ئىشەنمەك.

سُوءُ الظَّنِّ: يامان دەپ ئويلىماق، يامان ئويدا بولماق.

ظَنٌّ ج ظُنُونٌ وأَظَانِينُ: پىكىر، ئوي، تەخمىن، گۇمان.

﴿إِنَّ بَعْضَ الظَّنِّ إِثْمٌ﴾ «قۇرئان»: بەزى گۇمانلار

ھەقىقەتەن گۇناھتۇر.

«أَحْسَنَ الظَّنَّ بِهِ»: ئۇنىڭغا قارىتا ياخشى ئويدا بولدى.

فِي أَغْلَبِ الظَّنِّ: گۇمانىمىزچە.

ظَنَّانٌ: گۇمانخور، خۇدۇكچى؛ تۈز كۆڭۈل، ساددا.

ظِنَّةٌ ج ظِنَنٌ وَ ظَنَائِنُ: شەك، گۇمان.

ظَنُونٌ: گۇمانخور، خۇدۇكچى.

ظَنِينٌ ج أَظِنَّاءُ: گۇمانلىق.

ظِهَارَةٌ ج ظَهَائِرُ: سىرتقى، تاشقى تەرەپ.

ظِهَارَةُ الثَّوبِ: كىيىمنىڭ تېشى.

ظَهَرَ يَظْهَرُ ظُهورا: كۆرۈندى، ئاشكارا بولدى، كەلدى، قاتناشتى.

ظَهَرَ أَنْ ...: روشەنكى، ئايان بولدىكى.

ظَهَرَ الْمَرَضُ: ئاغرىق ئۇزۇنغا سوزۇلدى.

﴿ظَهَرَ الْفَسَادُ فِي الْبَرِّ وَالْبَحْرِ﴾ «قرآن»: قۇرۇقلۇقتا ۋە دېڭىزدا ئاپەت يۈز بەردى.

ظَهَرَ يَظْهُرُ ظَهْرًا وَ ظُهُورًا: يارەدەم بەردى، ئىئانە قىلدى؛ غەلىبە قىلدى، يەڭدى.

ظَهَرَ لِلْعَيَانِ: ئاشكارا بولدى، روشەنلەشتى، ئېنىق بولدى.

ظَهَرَ عَلَيْهِ: ئۇنىڭغا ياردەم قىلدى.

ظَهَرَ فُلَانًا: پالاننىڭ ئۇچىسىغا ئۇردى.

ظَهَرَ الشَّيْءَ: نەرسىنى ئارقىسىغا تاشلىۋەتتى.

ظَهَرَ الثَّوْبَ: كىيىمنى ئەستەرلىدى.

ظَهَرَ الْجَبَلَ: تاغقا يامىشىپ چىقتى.

ظَهَرَ عَلَى السِّرِّ: مەخپىيەتلىكنى بايقىدى، سەزدى.

ظَهَرَ عَلَى عَدُوِّهِ: دۈشمەن ئۈستىدىن غەلىبە قىلدى.

﴿إِنَّهُمْ إِنْ يَظْهَرُوا عَلَيْكُمْ يَرْجُمُوكُمْ﴾ «قرآن»: ئەگەر شەھەردىكى كىشىلەر سىلەرنى تۇتۇۋالسا، سىلەرنى چالما-كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرىدۇ...

ظَهَرَةٌ: ئۈستىگە چىقتى، ئۆرلىدى.

﴿فَمَا اسْطَاعُوا أَنْ يَظْهَرُوهُ﴾ «قرآن»: ئۇلار ئۇنىڭغا چىقىشقا قادىر بولالمىدى.

«ظَنَنْتُ أَنَّهُ فِي الْمَدْرَسَةِ فَظَهَرَ أَنَّهُ فِي مَنْزِلِهِ»: ئۇنى مەكتەپتىمىكى دېسەم، ئۆيىدىكەن.

ظَهَرَ يَظْهَرُ ظَهَارَةً الرَّجُلُ: كىشى كۈچلۈك بولدى.

ظَهِرَ يَظْهَرُ ظَهَرًا الرَّجُلُ: كىشىنىڭ دۈمبىسى ئاغرىپ قالدى.

ظَهْرٌ: ئاشكارا بولماق.

ظَهْرٌ ج ظُهُورٌ وَ أَظْهُرٌ وَ ظُهْرَانٌ: دۈمبە، ئۇچا، ئارقا.

ظَهْرُ الْجَبَلِ: تاغ چوققىسى.

ظَهْرُ الْيَدِ: قولنىڭ ئارقىسى.

وَجَعُ الظَّهْرِ: بەل ئاغرىقى

﴿الَّذِي أَنْقَضَ ظَهْرَكَ﴾ «قرآن»: سېنىڭ بېلىڭنى ئېگىۋەتكەن...

ظَهْرُ السَّفِينَةِ: پالۇبا

ظَهْرُ الْمَرْكَبِ: پاراخوتنىڭ ئۈستى، پالۇبا.

قَتَلَهُ ظَهْرًا: ئۇنى يوشۇرۇن ئۆلتۈردى.

ظَهْرًا لِبَطْنٍ: تەكرار، قايتا-قايتا؛ ئەكسىچە.

قَلَّبَ الأَمْرَ ظَهْرًا لِبَطْنٍ: ئۇ بۇ ئىشنى قايتا-قايتا ئويلاندى.

اِرْتَدَى مِعْطَفَهُ ظَهْرًا لِبَطْنٍ: ئۇ پەلتوسىنى تەتۈر كىيىۋالدى.

قَرَأَ الْقُرْآنَ عَنْ ظَهْرِ قَلْبِهِ: قۇرئاننى ياد ئوقۇدى.

قَلَّبَ لَهُ ظَهْرَ الْمِجَنِّ: ئۇنىڭغا قارشى بولدى، ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈۋالدى.

يَأْكُلُ مِنْ ظَهْرِ يَدِي: ئۇنى مەن تەمىنلەپ تۇرىمەن.

أَدَارَ لَهُ ظَهْرَهُ: ئۇنى تاشلىۋەتتى.

ظُهْرٌ ج أَظْهَارٌ: چۈش ۋاقتى.

بَعْدَ الظُّهْرِ: چۈشتىن كېيىن.

قَبْلَ الظُّهْرِ: چۈشتىن بۇرۇن.

«أَرَاهُ نُجُومَ الظُّهْرِ»: ئۇنى قىستىدى، قىستاققا ئالدى.

صَلَاةُ الظُّهْرِ: پېشىن نامىزى.

ظَهْرَانٌ: ئارىسىدا.

«أَقَامَ بَيْنَ ظَهْرَانِيْهِمْ»: ئۇلارنىڭ ئارىسىدا تۇردى.

ظَهْرُ الشَّيْءِ: نەرسىنىڭ سىرتى، سىرتقى كۆرۈنۈشى.

«خَيْرُ الصَّدَقَةِ عَنْ ظَهْرِ غِنًى» ‹حديث›: بايلىقتا بېرىلگەن سەدىقە ئەۋزەل سەدىقىدۇر.

ظِهْرِيٌّ ج ظَهَارِيُّ: تاشلىۋېتىلگەن، ئۇنتۇلۇپ كەتكەن.

﴿وَاتَّخَذْتُمُوهُ وَرَاءَكُمْ ظِهْرِيًّا﴾ ‹قرآن›: سىلەر ئاللاھنى ئارقاڭلارغا چۆرۈۋەتتىڭلار.

ظَهَّرَ يُظَهِّرُ تَظْهِيرًا الصَّكَّ: چەككە ئىمزا قويدى.

ظُهُورٌ: ئاشكارا بولماق، كۆرۈنمەك.

حُبُّ الظُّهُورِ: مەنمەنچىلىك، شۆھرەتپەرەسلىك.

«كَثِيرٌ مِنَّا مُصَابٌ بِدَاءِ حُبِّ الظُّهُورِ»: بىزنىڭ كۆپىنچىمىز شۆھرەتپەرەس كېلىمىز.

ظَهِيرٌ: ياردەمچى، مەدەتكار، ئارقا تىرەك.

﴿وَالْمَلَائِكَةُ بَعْدَ ذَلِكَ ظَهِيرٌ﴾ ‹قرآن›: ئۇلاردىن باشقا پەرىشتىلەرمۇ (ئۇنىڭغا) يۆلەنچۈكتۇر.

«كُنْ لِأَخِيكَ ظَهِيرًا»: قېرىندىشىڭغا ياردەمچى بولغىن.

«إِنَّنِي فِي طِهْرَانَ كُنْتُ غَرِيبَ الدَّارِ مَا لِي فِيهَا سِوَاكُمْ ظَهِيرٌ»: مەن تېهراندا مۇساپىر بولۇپ تۇرۇۋاتىمەن، مېنىڭ بۇ يەردە سىلەردىن باشقا يۆلەنچۈكۈم يوق.

ظَهِيرَةٌ ج ظَهَائِرُ: چۈش، چۈش ۋاقتى.

﴿وَحِينَ تَضَعُونَ ثِيَابَكُمْ مِنَ الظَّهِيرَةِ﴾ ‹قرآن›: چۈشتە (ئۇخلاش) ئۈچۈن كىيىمىڭلارنى سالغان چېغىڭلاردا...

«بَقِيتُ فِي الْجَامِعَةِ حَتَّى الظَّهِيرَةِ»: مەن ئۇنىۋېرسىتېتتا چۈشكىچە بولدۇم.

ظَوْءَةٌ: ئەخمەق، گالۋاڭ، دۆت، ھاماقەت.

ظَيْأَةٌ: ئەخمەق، ھاماقەت.

ظِيَةٌ: چىرىشكە باشلىغان جەسەت.

ظَيٌّ. ظَيَّانٌ: ھەسەل، بال، شىرنە.

ظَيَّانٌ: ياسمەن گۈل.

ظَيَّأَ يُظَيِّئُ تَظْيِئَةً فُلَانًا: پالانىنى ئەندىشىگە سېلىپ قويدى، قايغۇغا سالدى.

# ع

ع ‹عيىن›: ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ 18 ـ ھەرپى بولۇپ، ئەبجەد ھېسابىدا «70»نى كۆرسىتىدۇ.

عَابَ يَعِيبُ عَيْبًا: ئەيىبلىدى، سۆكتى؛ زىيان يەتكۈزدى، پاراكەندە قىلدى؛ ۋەيران قىلدى.

عَابَهُ: ئۇنى ھاقارەتلىدى، ئابرۇيىنى تۆكتى.

عَابَهُ فِي حَقِّهِ: ئۇنىڭ غەيۋىتىنى قىلدى، تۆھمەت قىلدى.

﴿فَأَرَدْتُ أَنْ أَعِيبَهَا﴾ ‹قرآن›: مەن ئۇنى (تېشىپ) ئەيىبناك قىلماقچى بولدۇم.

عَابَتِ الآلَةُ: سايمان بۇزۇلدى.

عَابٌ ج عُيُوبٌ: ئەيىب، كەمچىلىك، نۇقسان، ئىللەت.

عَابَثَ يُعَابِثُ مُعَابَثَةً: چاقچاقلاشتى، ئويناشتى.

عَابِثٌ: قىزىقچى، چاقچاقچى؛ دىن ۋە ئەخلاققا سەل قارىغۇچى، ئەخمەق قىلغۇچى.

عَابِدٌ ج عُبَّادٌ وَ عَابِدُونَ م عَابِدَةٌ ج عَوَابِدُ وَ عَابِدَاتٌ: ئىبادەت قىلغۇچى؛ چوقۇنغۇچى؛ چاكار؛ قۇل.

عَابِدُ وَثَنٍ: بۇتقا چوقۇنغۇچى.

﴿وَلاَ أَنَا عَابِدٌ مَا عَبَدْتُمْ﴾ ‹قرآن›: سىلەر چوقۇنغان بۇتقا مېنىڭ چوقۇنغىنىم يوق.

عَابِرٌ ج عَابِرُونَ: كېسىپ ئۆتكۈچى، ئۆتكۈچى، يولۇچى؛ ۋاقىتلىق.

عَابِرُ سَبِيلٍ: يولۇچى، يول ماڭغۇچى، مۇساپىر.

﴿وَلاَجُنُبًا إِلاَّ عَابِرِي سَبِيلٍ حَتَّى تَغْتَسِلُوا﴾ ‹قرآن›: جۇنۇپ بولساڭلار — يول ئۈستىدە بولغانلار (بۇنىڭدىن) مۇستەسنا — غۇسلى قىلمىغۇچە نامازغا يېقىنلاشماڭلار.

«كُنْ فِي الدُّنْيَا كَأَنَّكَ غَرِيبٌ أَوْ عَابِرُ سَبِيلٍ» ‹حديث›: دۇنيادا خۇددى مۇساپىر ياكى يولۇچىدەك بولغىن.

عَابِسٌ: چىرايى تۈتۈق، قاپىقى تۈرۈك، قوشۇمىسى تۈرۈك؛ يولۋاس.

عَابِطٌ: يالغانچى، كاززاپ.

عَابِقٌ: خۇش پۇراقلىق.

عَابِلٌ ج عُبَّلٌ: كېلەڭسىز، زور، يوغان؛ دىقماق؛ سېمىز.

عَابِيَةٌ: گۈزەل، چىرايلىق؛ قىلادە تىزغۇچى ئايال.

جَارِيَةٌ عَابِيَةٌ: گۈزەل قىز.

عَاتَبَ يُعَاتِبُ مُعَاتَبَةً — هُ: ئۇنى ئەيىبلىدى، تەرگىدى، كايىدى.

عَاتَّ يَعَاتُّ مُعَاتَّةً: جېدەللەشتى، ماجىرالاشتى.

عَاتَّ الْكَلاَمَ: سۆزنى تەكرارلىدى.

عَاتِقٌ ج عَوَاتِقُ: مۈرە، دولا؛ ئازاد قىلغۇچى.

أَلْقَى عَلَى عَاتِقِهِ: ئۇنىڭ ئۈستىگە يۈكلىدى، مەسئۇل قىلدى.

أَخَذَ الأَمْرَ عَلَى عَاتِقِهِ: ئىشنى ئۈستىگە ئالدى.

تَقَعُ الْمَسْؤُلِيَّةُ عَلَى عَاتِقِهِ: مەسئۇلىيەت ئۇنىڭغا يۈكلەنگەن.

عَاتِقٌ ج عُتَّقٌ: قىز، چۆرە، كېنىزەك.

عَاتِكٌ ج عَوَاتِكُ: ئېسىل، ياخشى؛ كوت-كوت ئادەم؛ شاللاق ئادەم.

عَاتِكٌ أَحْمَر: توق قىزىل.

عِرْقٌ عَاتِكٌ: قىزىل تومۇر.

عَاتِكَةٌ ج عَوَاتِكُ: گىرىمنى تولا قىلىدىغان ئايال؛ قىزىل پاچاق.

عَاتِمٌ م عَاتِمَةٌ: قاراڭغۇ؛ كېچىككەن، مۇددىتى ئۆتكەن، كەچ قالغان.

عَاتِنٌ ج عُتُنٌ: شەددەتلىك ھۇجۇم قىلغۇچى، قوپال، قاتتىق.

عَاتٍ ج عُتَاةٌ: ھاكاۋۇر، مەنمەنچى، ھەددىدىن ئاشقان، ۋەھشىي.

لَيْلٌ عَاتٍ: زۇلمەتلىك كېچە، قاراڭغۇ كېچە.

مَلِكٌ عَاتٍ: مۇستەبىت پادىشاھ، زالىم پادىشاھ.

رِيحٌ عَاتِيَةٌ: كۈچلۈك شامال.

﴿وَأَمَّا عَادٌ فَأُهْلِكُوا بِرِيحٍ صَرْصَرٍ عَاتِيَةٍ﴾ «قرآن»: ئاد بولسا، ھەددىدىن زىيادە قاتتىق ۋە سوغۇق بوران بىلەن ھالاك قىلىندى.

عَاثَ يَعَاثُ عَاثَةً وَمُعَاثَةً فِي غِنَائِهِ: مۇڭلۇق ناخشا ئېيتتى.

عَاثَ يَعُوثُ عَوْثًا فُلَانًا: پالانىنى ھاڭ ـ تاڭ قالدۇردى، قايمۇقتۇردى.

عَاثَ يَعِيثُ عَيْثًا وَعُيُوثًا وَعَيَثَانًا: بۇزدى، بۇزۇپ چاچتى، ۋەيران قىلدى؛ ئۆكتەملىك قىلدى.

عَاثَ فِي مَالِهِ: مېلىنى ئىسراپ قىلدى، بۇزۇپ ـ چاچتى.

عَاثَ فِي الْأَرْضِ فَسَادًا: زېمىندا بۇزۇقچىلىق قىلدى.

عَاثِرٌ: يىقىلىپ چۈشكۈچى، تېيىلىپ كەتكۈچى.

اَلْجَدُّ الْعَاثِرُ: بەختى كاج، بەختسىز. تەلەيسىز.

اَلْحَظُّ الْعَاثِرُ: بەختى كاج، بەختسىز. تەلەيسىز.

عَاثِرٌ ج عَوَاثِرُ: قاپقان.

عَاثِمٌ ج عُثَّمٌ: تېڭىلغان سۆڭەك، تېڭىقچى، سۇنۇقچى.

عَاثُورٌ ج عَوَاثِيرُ: قۇدۇق، ئورەك، ئوۋچىنىڭ قاپقىنى.

عَاثٍ ج عُثَاةٌ: ئۇزۇن چېكە چاچ.

عَاجَ يَعُوجُ عَوْجًا وَمَعَاجًا بِالْمَكَانِ: ماكانلاشتى، ئورۇنلاشتى.

عَاجَ يَعِيجُ عَيْجًا بِهِ: يۆلەندى، تاياندى.

مَا عَاجَ بِقَوْلِهِ: ئۇنىڭ سۆزىگە پەرۋا قىلمىدى.

عَاجٌ: پىل چىشى.

عَاجَزَ يُعَاجِزُ مُعَاجَزَةً: قورقۇنچتىن تېز ماڭدى.

عَاجِزٌ ج عَوَاجِزُ وَعَجَزَةٌ: ئاجىز، كۈچسىز؛ مېيىپ.

عَاجِزٌ عَنْ كَذَا: ئىقتىدارسىز.

دَارُ الْعَجَزَةِ: دارىلئاجىزىن، مېيىپلار ساناتورىيىسى.

عَاجَلَ يُعَاجِلُ مُعَاجَلَةً: ئالدىرىدى، تېنىدى.

عَاجَلَهُ بِضَرْبَةٍ: ئۇنىڭغا ئاۋۋال مۇشت ئاتتى.

عَاجَلَتْهُ الْمَنِيَّةُ: ياش ئۆلۈپ كەتتى، ۋاقىتسىز ئۆلۈپ كەتتى.

عَاجَلَهُ بِذَنْبِهِ: قىلچە كەڭچىلىك قىلماي ئۇنى قاتتىق جازالىدى.

عَاجِلٌ: ھازىرقى، نۆۋەتتىكى، تېز، چاپسان.

عَاجِلًا: دەرھال، شۇئان، تېزدىن.

عَاجِلًا أَمْ آجِلًا: مەيلى ھازىر ياكى كېيىن بولسۇن، قاچانلا بولمىسۇن.

فِي الْقَرِيبِ الْعَاجِلِ: يېقىن كەلگۈسىدە.

هَذَا أَمْرٌ عَاجِلٌ: بۇ ئالدىراش ئىش.

خَيْرُ الْبِرِّ عَاجِلُهُ: ياخشىلىقنىڭ ئەۋزىلى ئۇنىڭ تېز بولغىنىدۇر.

عَاجِلَةٌ: تېز سۈرئەتلىك پويىز.

اَلْعَاجِلَةُ: بۇ دۇنيا، بۇ ئالەم.

﴿إِنَّ هَـٰؤُلَاءِ يُحِبُّونَ الْعَاجِلَةَ وَيَذَرُونَ وَرَاءَهُمْ يَوْمًا ثَقِيلًا﴾ «قرآن»: شۈبھىسىزكى، بۇلار دۇنيانى ئارتۇق بىلىدۇ، كەلگۈسىدىكى قىيىن بىر كۈنگە سەل قارايدۇ.

عَاجَمَ يُعَاجِمُ مُعَاجَمَةً الرَّجُلَ: كىشىنى سىنىدى.

عَاجَمَتِ الْأُمُورَ وَعَاجَمَتْنِي: مەن سىناقتا دۇچ كەلدىم.

عَاجِنٌ ج عُجُنٌ: ياشانغانلىقتىن تىرەجەپ ئورنىدىن تۇرىدىغان ئادەم.

عَاجَى يُعَاجِي مُعَاجَاةً الصَّبِيَّ: بالىنى ئىنىكتانا ئېمىتتى.

عَاجِيٌّ: پىل چىشىدىن.

اَلْبُرْجُ الْعَاجِي: پىل چىشى مۇنارى.

عَادَ يَعُودُ عَوْدًا وَعَوْدَةً وَ مَعَادًا: قايتتى، ياندى، يېنىپ كەلدى.

عَادَ إِلَى كَذَا: ئۆزگەردى، ئايلاندى.

عَادَ عَلَيْهِ: ئەسلىگە كەلدى؛ تەكرارلاندى.

عَادَ إِلَى الْأَمْرِ: ئىشنى قايتا باشلىدى، داۋاملاشتۇردى.

عَادَ عَلَيْهِ: ئېلىپ كەلدى، ئېلىپ باردى.

عَادَ عَلَيْهِ بِالضَّرَرِ: ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزدى.

﴿وَمَنْ عَادَ فَيَنْتَقِمُ اللهُ مِنْهُ﴾ «قۇرئان»: كىمكى قايتا گۇناھ ئۆتكۈزسە، ئاللاھ ئۇنى جازالايدۇ.

عَادَ يَعُودُ عَوْدًا وَعِيَادًا وَعِيَادَةً الْمَرِيضَ: ئاغرىقنى يوقلىدى.

عَادَ إِلَى الْإِحْتِفَالِ: يىغىننى تەبرىكلىدى.

«عَادَ الطَّلَبَةُ زَمِيلَهُمُ الْمَرِيضَ فِي الْمُسْتَشْفَى»: ئوقۇغۇچىلار دوختۇرخانىدىكى كېسەل ساۋاقدىشىنى يوقلىدى.

عَادٌ: ئاد (قەدىمكى ئەرەب قەبىلىسى)دىكى بىر كىشى.

﴿أَلَا بُعْدًا لِعَادٍ قَوْمِ هُودٍ﴾ «قۇرئان»: ئاگاھ بولۇڭلاركى، ھود قوۋمى بولغان ئاد ھالاك بولسۇن.

عَادَةٌ ج عَادَاتٌ وَ عَوَائِدُ: ئادەت، قائىدە، رەسمىيەت.

عَادَةٌ مُسْتَحْكَمَةٌ: يامان ئادەت، ناچار تەبىئەت.

عَادَةٌ شَهْرِيَّةٌ: ھەيز ئادىتى، ئادەت كۆرۈش.

عَادَةٌ مَرْعِيَّةٌ: ئۆرپ-ئادەت.

اَلْعَادَةُ السِّرِّيَّةُ: ئانانىزم قىلماق، قولدا لەززەتلىنىش.

كَعَادَتِهِ: ئۆزىنىڭ ئادىتىگە ئاساسەن.

خَارِقُ الْعَادَةِ: ئادەتتىن تاشقىرى، پەۋقۇلئاددە.

فِي الْعَادَةِ: ئادەتتە، ئادەتتىكى.

فَوْقَ الْعَادَةِ: پەۋقۇلئاددە، ئالاھىدە.

اَلْمَنْدُوبُ فَوْقَ الْعَادَةِ: ئالاھىدە ئەلچى.

إِجْتِمَاعٌ فَوْقَ الْعَادَةِ: جىددىي يىغىن.

بِخِلَافِ الْعَادَةِ: ئادەتكە ئۇيغۇن ئەمەس.

عَادَةً: ئادەتتە، قائىدە بويىچە.

إِكْتَسَبَ عَادَةَ التَّدْخِينِ: تاماكا چېكىشنى ئۆگىنىۋالدى.

«يَتَنَاوَلُ طَعَامَ الْغَدَاءِ عَادَةً فِي مَطْعَمِ الْجَامِعَةِ»: ئۇ چۈشلۈك تاماقنى ئادەتتە ئۇنىۋېرسىتېت تاماقخانىسىدا يەيدۇ.

عَادِرٌ: كاززاپ، يالغانچى؛ ئېيىلىپ كەتكۈچى؛ مەغلۇپ بولغۇچى.

عَادَلَ يُعَادِلُ مُعَادَلَةً: تەڭپۇڭلاشتۇردى.

«أَعْطَاكَ ذُو الْفَضْلِ فَضْلًا لَا يُعَادِلُهُ فَضْلٌ فَأَنْتَ لِعَيْنِ الْفَضْلِ إِنْسَانٌ»: سىلىگە ئاللاھ ھېچقانداق پەزىلەت ئۇنىڭغا تەڭ كېلەلمەيدىغان بىر پەزىلەت ئاتا قىپتۇ، سىلى پەزىلەت كۆزىنىڭ قارىچۇقى ئىكەنلا.

عَادَلَ الشَّهَادَةَ بِشَهَادَةٍ أُخْرَى: دىپلومنى يەنە بىر دىپلومغا سېلىشتۇرۇپ بىر ئورۇنغا قويدى.

عَادِلٌ ج عَادِلُونَ وَعُدُولٌ وَعُدَلٌ: ئادىل، ھەققانىي، توغرا.

حَرْبٌ عَادِلَةٌ: ھەققانىي ئۇرۇش.

عَادِمٌ: يوق، مەۋجۇت ئەمەس؛ قۇرۇق، بوش.

مَاسُورَةُ الْعَادِمِ: گاز چىقىرىش تۇرۇبىسى.

دَيْنٌ عَادِمٌ: يىغىۋېلىشقا بولمايدىغان ئۈمىدسىز ھېسابات.

عَادَى يُعَادِي مُعَادَاةً وَعِدَاءً: جېدەللەشتى، دۈشمەنلەشتى.

عَادَى بَيْنَ الصَّيْدَيْنِ: بىر ئوق بىلەن ئىككى ئوۋنى يىقىتتى (بىر چالمىدا ئىككى پاختەكنى سوقتى).

﴿عَسَى اللهُ أَنْ يَجْعَلَ بَيْنَكُمْ وَبَيْنَ الَّذِينَ عَادَيْتُمْ مِنْهُمْ مَوَدَّةً﴾ «قۇرئان»: بەلكىم، ئاللاھ سىلەر بىلەن، سىلەر ئۆچ كۆرىدىغان ئادەملەر ئارىسىدا دوستلۇق پەيدا قىلىدۇ.

عَادٍ ج عُدَاةٌ: زۇلۇم قىلغۇچى، زالىم.

عَادٍ م عَادِيَةٌ: دۈشمەنلەشكۈچى، ئۆچمەنلەشكۈچى.

﴿فَمَنِ اضْطُرَّ غَيْرَ بَاغٍ وَلَاعَادٍ فَإِنَّ اللهَ غَفُورٌ رَحِيمٌ﴾ «قۇرئان»: كىمكى ئىختىيارىيچە ئەمەس، ئىلاجسىزلىقتىن ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك مىقداردا (يېسە) ئاللاھ (ئۇنى) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر.

﴿بَلْ أَنْتُمْ قَوْمٌ عَادُونَ﴾ «قۇرئان»: سىلەر ھەقىقەتەن ھەددىدىن ئاشقۇچى قەۋمسىلەر.

عَادِيَةٌ ج عَادِيَاتٌ وَعَوَادٍ (عَوَادِي): چاپقۇچى، ئىلگىرىلىگۈچى، يۈگۈرگۈچى؛ يولباشلىغۇچى، رەھبەرلىك قىلغۇچى؛ ئادالەتسىزلىك؛ بەختسىزلىك، بالا-قازا؛ زۇلۇم، زىيانكەشلىك.

عَوَادِي الدَّهْرِ: زاماننىڭ مۇسىبەتلىرى.

﴿وَالْعَادِيَاتِ ضَبْحًا﴾ «قۇرئان»: ھاسىراپ يۈگۈرگۈچى ... ئاتلار بىلەن قەسەمكى.

عَادِيَاتُ الْقَافِلَةِ: كارۋاننىڭ ئالدىدا ماڭغۇچى تۆگە.

عَادِيَاتُ الطَّبِيعَةِ: تەبىئەت ھادىسىلىرى، تەبىئىي ئاپەتلەر.

عَادِيَةُ السَّمِّ: زەھەرنىڭ زىيىنى.

عَادِيَةُ الْإِنْسَانِ: كىشىنىڭ زۇلمى، كىشىنىڭ يامانلىقى.

عَادِيٌّ: ئادەتتىكى، نورمال، ئاددىي، تەبىئىي.

غَيْرُ عَادِيّ: ئادەتتىن تاشقىرى، غەيرىي نورمال.

عَادِيٌّ ج عَادِيَّاتٌ: قەدىمكى يادىكارلىق، ئاسارئەتىقە.

تَاجِرُ الْعَادِيَّاتِ: ئاسارئەتىقە سودىگىرى.

عَادِيَّاتٌ: قەدىمدىن قالغان قۇرۇلۇشلار، قەدىمكى ئىمارەتلەر؛ مەدەنىي يادىكارلىق.

مَصْلَحَةُ الْعَادِيَّاتِ: ئارخېئولوگىيە ئىدارىسى.

عَاذَ يَعُوذُ عَوْذًا وَعِيَاذًا وَمَعَاذًا وَمَعَاذَةً: پاناھلىق تىلىدى، ئىلتىجا قىلدى.

عَاذَ بِهِ: ئۇنىڭغا سىغىنىپ يالۋۇردى.

نَعُوذُ بِاللهِ: ئاللاھدىن پاناھ تىلەيمىز.

﴿وَإِنِّي عُذْتُ بِرَبِّي وَرَبِّكُمْ أَنْ تَرْجُمُونِ﴾ «قۇرئان»: مەن ھەقىقەتەن مېنىڭ پەرۋەردىگارىم ۋە سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلارغا سىغىنىپ، سىلەرنىڭ مېنى ئۆلتۈرۈشۈڭلاردىن پاناھ تىلەيمەن.

عَاذِقٌ ج عَاذِقُونَ وَعُذَّاقٌ: دەرەخ چاتىغۇچى.

عَاذِلٌ ج عُذَّلٌ وَ عُذَّالٌ وَ عَذَلَةٌ وَ عَاذِلُونَ م عَاذِلَةٌ ج عَوَاذِلُ وَعَاذِلَاتٌ: كايىغۇچى، مالامەت قىلغۇچى، ئەيىبلىگۈچى.

عَارَ يَعُورُ عَوْرًا الشَّيْءَ: نەرسىنى بۇزۇۋەتتى.

عَارَهُ: ئۇنى يەكچەشمە قىلىپ قويدى.

عَارَ يَعِيرُ عَيْرًا: ئارىسالدى بولدى، ئىككىلىنىپ قالدى، تېڭىرقاپ قالدى.

عَارَ فُلَانًا: پالاننى ئەيىبلىدى، خىجىل قىلدى.

عَارَ فِي الْقَوْمِ: ئارىدا پىتنە-پاسات تېرىدى.

عَارٌ ج أَعْيَارٌ: ئىزا-ئاھانەت، ئار-نومۇس.

عَارٌ عَلَيْكَ: ئۇيات ساڭا.

يَا لَلْعَارِ: ھۇ شەرمەندە، نېمىدېگەن ئۇيات، نە نومۇس، نە ئۇيات.

«يَقُولُونَ: هَلْ فِي كُلِّ عَامٍ قَصِيدَةٌ   فَلَسْتُ أَرَى لِي فِيهِ يَا صَاحِ مِنْ عَارٍ»: بەزىلەر ھەريىلى قەسىدە ئوقۇۋېرەمسەن دېيىشىۋاتىدۇ، مېنىڭچە بۇنىڭ ئەيىبكە بۇيرۇغىدەك يېرى يوق.

عَارِبٌ: قان سىستېمىسى ساپ ئەرەب.

عَارَةٌ ج عَارَاتٌ: قەرز، ئۆتنە، ئارىيەت.

«اَلْعَارَةُ يَجِبُ أَنْ تُرَدَّ إِلى صَاحِبِهَا، فَإِنْ تَلَفَتْ وَجَبَ دَفْعُ قِيمَتِهَا»: ئارىيەت ئالغان نەرسە ئىگىسىگە قايتۇرۇلۇشى كېرەك، ئەگەر بۇزۇلسا ئۇنى تۆلىشى كېرەك.

عَارَزَ يُعَارِزُ مُعَارَزَةً: قىيىنلاشتى.

عَارَزَ الشَّيْءُ: نەرسە تۈگۈلۈۋالدى، قورۇلۇۋالدى.

عَارَزَهُ: ئۇنىڭغا قارشى تۇردى.

عَارَضَ يُعَارِضُ مُعَارَضَةً: قارشىلاشتى، توقۇنۇشتى؛ قاچتى، ئۆزىنى دالدىغا ئالدى.

عَارَضَ الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: سېلىشتۇردى.

عَارِضٌ ج عَوَارِضُ: ھادىسە، ئايەت، چاتاق، تاسادىپىي ئەھۋال؛ بۇلۇت، توسالغۇ؛ تاسادىپىيلىق، غەيرىي ماھىيەتلىك؛ ۋاقىتلىق، مەڭز.

عَوَارِضُ أَرْضِيَّةٌ: تەبىئىي توسالغۇ.

﴿قَالُوا هَذَا عَارِضٌ مُمْطِرُنَا﴾ ‹قرآن›: مانا بۇ بىزگە يامغۇر ياغدۇرغۇچى بۇلۇتتۇر، دېيىشتى.

أَمْرٌ عَارِضٌ: ئۆتۈپ كېتىدىغان ئىش.

خِلَافٌ عَارِضٌ بَيْنَ الصَّدِيقَيْنِ: ئىككى دوست ئارىسىدا يۈز بەرگەن ئىختىلاپ.

عَرَضَ لَهُ عَارِضٌ مَنَعَهُ مِنْ حُضُورِ الْإِجْتِمَاعِ: ئۇنىڭغا بىرەر ئەھۋال يۈز بېرىپ يىغىنغا قاتنىشالمىدى.

لَمْ أَرَ سِوَى أَحَدِ عَارِضَيْهِ: ئۇنىڭ بىر مەڭزىنىلا كۆردۈم.

خَفِيفُ الْعَارِضَيْنِ: چېكە چاچلىرى شالاڭ.

عَارِضَةٌ ج عَوَارِضُ: مەڭز؛ ياخشى پىكىر؛ ئىشىكنىڭ مۇجۇقى؛ گەپدان؛ توغرا لىم.

عَارِضَةُ أَزْيَاءٍ: كىيىم مودېلى.

قُوَّةُ الْعَارِضَةِ: مۇنازىرە ئىقتىدارى، قىزغىن تالاش-تارتىش ئىقتىدارى.

فُلَانٌ ذُو عَارِضَةٍ: سۆزمەن، گەپدان.

قَوِيُّ الْعَارِضَةِ: مۇنازىرە ئىقتىدارى كۈچلۈك.

عَارِضِيٌّ: كۆتۈلمىگەن، ئويلانمىغان.

عَارِفٌ: تونۇغۇچى، تونۇپ يەتكۈچى.

عَارِفَةٌ ج عَوَارِفُ: سوۋغا، ھەدىيە، خەير-ئېھسان.

عَارَكَ يُعَارِكُ مُعَارَكَةً: ئۇرۇشتى، جەڭ قىلىشتى.

عَارَمَ يُعَارِمُ مُعَارَمَةً فُلَانًا: مۇنازىرىلەشتى.

عَارِمٌ ج عَرَمَةٌ م عَارِمَةٌ ج عَارِمَاتٌ وَ عَوَارِمُ: ئەسكى، ئەسكى ئادەم، يامان ئادەم، ئۆچىغا چىققان ئەسكى.

يَوْمٌ عَارِمٌ: سوغۇق كۈن.

حَرْبٌ عَارِمَةٌ: قاتتىق جەڭ.

عَارِنٌ: يولۋاس.

عَارُورٌ: نومۇسسىز، رەسۋا.

عَارٍ ج عُرَاةٌ م عَارِيَةٌ ج عَوَارٍ وَ عَارِيَاتٌ: يالىڭاچ؛ يالغۇز.

«أَوْ كَاللِّبَاسِ لَدَى الْعَارِي وَأَطْعِمَةٍ   عِنْدَ الْجِيَاعِ وَأَمْنٍ بَعْدَ إِشْفَاقِ»: (بۇ شېئىر ماڭا يېتىپ كېلىشى بىلەن) يالىڭاچ ئادەم كىيىمگە، ئاچ ئادەم تائامغا، قورقۇنچ باسقان ئادەم خاتىرجەملىككە ئېرىشكەندەك بولۇپ كەتتىم.

عَارِي الْأَقْدَامِ: يالاڭ ئاياغ.

عَارِي الرَّأْسِ: يالاڭباش.

عَارٍ مِنْ كَذَا: بۇنىڭدىن خالىي.

عَارٍ مِنَ الصِّحَّةِ: توغرا ئەمەس.

عَارٍ مِنْ كُلِّ عَيْبٍ: ئەيىبسىز.
خَبَرٌ عَارٍ مِنَ الصِّحَّةِ: يالغان خەۋەر.
بِضَاعَةٌ عَارِيَةٌ مِنَ الْعَيْبِ: بىجىرىم مال.
أَتَمَنَّى أَنْ يَكُونَ هَذَا الْخَبَرُ عَارِيًا عَنِ الصِّحَّةِ: بۇ خەۋەرنىڭ يالغان چىقىشىنى ئارزۇ قىلىمەن، بۇ خەۋەر يالغان چىقسىكەن دەيمەن.
عَارِيَةٌ: ئارىيەت، ئۆتنە.
شَعْرٌ عَارِيَةٌ: يالغان چاچ.
عَارِيَّةٌ: قەرز، ئۆتنە، ئارىيەت.
عَازَ يَعُوزُ عَوْزًا الشَّيْءُ: نەرسە يېتىشمىدى، كەمچىل بولدى.
عَازَ الشَّيْءَ: ئېھتىياجلىق نەرسىنى تاپالمىدى.
عَازِبٌ ج عُزَّابٌ: توي قىلمىغان، بويتاق.
عَازِفٌ: سازچى، مۇزىكانت.
عَازِلٌ ج عُزَّالٌ: ئايرىغۇچى، ئاجراتقۇچى؛ توسۇغۇچى؛ سىپاراتور، ئايرىغۇچ تاختاي.
عَازِمٌ: نىيەت قىلغۇچى، ئىرادە تىكلىگۈچى، بەل باغلىغۇچى.
عَاسَ يَعُوسُ عَوْسًا وَعَوَسَانًا: كېچىدە ئايلاندى.
عَاسَ الذِّئْبُ: بۆرە كېچىدە ئوزۇق ئىزدىدى.
عَاسَ عَلَى عِيَالِهِ: ئائىلىنى بېقىش ئۈچۈن جاپا چەكتى.
عَاسَ يَعُوسُ عَوْسًا وَعِيَاسَةً مَالَهُ: مېلىنى ياخشى باشقۇردى.
عَاسَرَ يُعَاسِرُ مُعَاسَرَةً ـــ هُ: ئۇنىڭغا قاتتىق مۇئامىلە قىلدى، كەسكىن قارىدى، جەددىي قارىدى.
عَاسٌّ ج عَسَسٌ وَ عُسَّاسٌ: جەسەكچى، كېچىلىك چارلىغۇچى.
عَاسٍ: قوپال، توك، تاش يۈرەك؛ خورمىنىڭ نوتا شېخى.
عَاشَ يَعِيشُ عَيْشًا / عِيشًا وَ عِيشَةً وَ مَعِيشًا وَ مَعَاشًا وَ مَعِيشَةً: ياشىدى، تۇرمۇش كەچۈردى، هايات كەچۈردى؛ بەرداشلىق بەردى، چىدىدى.
عَاشَ فُلَانٌ تِسْعِينَ سَنَةً: پالانى توقسان ياشقا كىردى.
عَاشَ عِيشَةً رَاضِيَةً: كۆڭۈللۈك ياشىدى.
عَاشَ عِيشَةً حَسَنَةً: ئوبدان تۇرمۇش كەچۈردى.
عَاشِبٌ ج عَوَاشِبُ: ئوتخور هايۋانلار.
عَاشَرَ يُعَاشِرُ مُعَاشَرَةً: ئارىلىشىشتى، ئالاقىلەشتى، باردى-كەلدى قىلىشتى.
﴿وَعَاشِرُوهُنَّ بِالْمَعْرُوفِ﴾ «قرآن»: ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىڭلار.
عَاشِرٌ ج عُشَّرٌ م عَاشِرَةٌ ج عَوَاشِرُ: ئونىنچى.
عَاشِقٌ ج عُشَّاقٌ وَ عَاشِقُونَ م عَاشِقَةٌ ج عَوَاشِقُ: ئاشىق، مۇھەببەت باغلىغۇچى.
عَاشِقٌ وَمَعْشُوقٌ: ئاشىق-مەشۇق.
عَاشُوبٌ ج عَوَاشِبُ: هاشارات يوقىتىش دورىسى.
الْعَاشُورُ. الْعَاشُورَاءُ: هىجرىيە 1-ئاي (مۇھەررەم)نىڭ 10-كۈنى.
اَلْعَاشُورِيُّ: هىجرىيە 1-ئاي (مۇھەررەم)نىڭ 10-كۈنى.
عَاصَ يَعَاصُ عَوْصًا الْأَمْرُ: ئىش قىيىن بولدى.
عَاصَ الْكَلَامُ: سۆز چۈشىنىكسىز بولدى.
عَاصِبٌ: ئاتا جەمەت تۇغقان.
عَاصَرَ يُعَاصِرُ مُعَاصَرَةً: زامانداش بولدى، ئەسىرداش بولدى، بىر دەۋردە ياشىدى.
عَاصِرٌ ج عَصَرَةٌ وَ عَاصِرُونَ م عَاصِرَةٌ ج عَوَاصِرُ وَ عَاصِرَاتٌ: بېخىل.
عَاصِفٌ ج عَوَاصِفُ: قىيىپ كەتكۈچى، مايىل بولغۇچى.
يَوْمٌ عَاصِفٌ: بورانلىق كۈن.
﴿جَاءَتْهَا رِيحٌ عَاصِفٌ﴾ «قرآن»: بىردىنلا بوران چىقىپ...
عَاصِفَةٌ ج عَاصِفَاتٌ وَ عَوَاصِفُ: بوران، قارا بوران،

قويۇن؛ گۈلدۈرماملىق قارا يامغۇر.

﴿وَلِسُلَيْمَانَ الرِّيحَ عَاصِفَةً تَجْرِي بِأَمْرِهِ﴾ ‹قرآن›: سۈلەيمانغا قاتتىق چىقىدىغان شامالنى مۇسەخخەر قىلىپ بەردۇق. شامال سۈلەيماننىڭ ئەمرى بويىچە ماڭاتتى.

«لَاتَمْنَعُهُ الْعَوَاصِفُ وَالْأَمْطَارُ»: بوران-چاپقۇن ئۇنى توسۇپ قالالمايدۇ.

عَاصِمٌ: ساقلىغۇچى، قوغدىغۇچى.

﴿يَوْمَ تُوَلُّونَ مُدْبِرِينَ مَالَكُمْ مِنَ اللهِ مِنْ عَاصِمٍ﴾ ‹قرآن›: ئۇ كۈندە (دوزاخ ئازابىنىڭ دەھشىتىدىن قورقۇپ) ئارقاڭلارغا چېكىنىسىلەر، سىلەرگە ھېچ ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قوغدىغۇچى بولمايدۇ.

عَاصِمَةٌ ج عَوَاصِمُ: پايتەخت، مەركەز.

عَاصَى يُعَاصِي مُعَاصَاةً غَيْرَهُ: ئاسىيلىق قىلدى، خىلاپلىق قىلدى.

عَاصٍ ج عُصَاةٌ وَ عَاصُونَ: قارشى تۇرغۇچى، خىلاپلىق قىلغۇچى، ئىسيانچى، ئاسىي.

عَاضَ يَعُوضُ عَوْضًا وَ عِوَضًا وَ عِيَاضًا: تولدۇرۇپ بەردى، تۆلەپ بەردى.

عَاضَهُمُ اللهُ أَفْضَلَ مِمَّا أَفْقَدَهُ: ئاللاھ ئۇلارغا يوقاتقان نەرسىسىدىن ئارتۇقراقىنى بەرسۇن.

عَاضَبَ يُعَاضِبُ مُعَاضَبَةً فُلَانًا: قارشىلاشتى، زىتلاشتى.

عَاضَدَ يُعَاضِدُ مُعَاضَدَةً: ياردەم بەردى، مەدەت بەردى.

عَاطَ يَعِيطُ عَيْطًا عُنُقُهُ: بويىنى ئۇزۇن بولدى.

عَاطِرٌ ج عُطْرٌ: خۇش پۇراقلىق ئامراق ئادەم، ئەتىرخۇمار.

ثَنَاءٌ عَاطِرٌ: خۇش پۇراق، خۇش ھىد؛ كۆپ مەدھىيە.

عَاطِشٌ: ئۈمىدۋار، سېغىنغۇچى؛ ئۇسسۇز.

عَاطِفٌ ج عُطُفٌ وَ عَطَفَةٌ: چاپان، تون؛ مۇسابىقە ئېتىنىڭ ئالتىنچىسى، يۇمشاق كۆڭۈل، رەھىمدىل، مېھرىبان.

عَاطِفَةٌ ج عَوَاطِفُ: ھېسسىيات، تۇيغۇ.

خَلَا قَلْبُهُ مِنْ كُلِّ عَاطِفَةٍ: ئۇنىڭ قەلبىدە مېھرىبانلىق يوق.

عَاطِفَةٌ وَطَنِيَّةٌ: ۋەتەنپەرۋەرلىك تۇيغۇسى، ۋەتەن مۇھەببىتى.

«نَظَمْتُ مِنْ فَرْطِ إِخْلَاصِي وَعَاطِفَتِي إِلَيْكَ نَظْمًا فَمَا لِي فِيهِ إِتْقَانٌ»: مېنىڭ ئۆزلىرىگە ھەددىدىن زىيادە ئىخلاسىم ۋە ھۆرمىتىم بولغاچقا، تازا كىلىشتۇرەلمىسەممۇ سىلىگە (ئاتاپ) نەزم تۈزدۈم.

عَوَاطِفِيٌّ: تەسىرچان، ھېسسىياتچان.

عَوَاطِفُ الْإِحْتِرَامِ: ھۆرمەت ھېسسىياتلىرى.

تَقَبَّلْ أَسْمَى عَوَاطِفِي: يۈكسەك سېغىنىشىمنى قوبۇل قىلغىن.

عَاطِفِيٌّ: تەسىرچان، ھېسسىياتچان، خۇشتار.

كَاتِبٌ عَاطِفِيٌّ: ھېسسىياتچان يازغۇچى.

عَاطِفِيَّةٌ: تەسىرلىك، ھېسسىياتلىق

قِصَّةٌ عَاطِفِيَّةٌ: تەسىرلىك ھېكايە.

فَتَاةٌ عَاطِفِيَّةٌ: ھېسسىياتچان قىز.

رِسَالَةٌ عَاطِفِيَّةٌ: سېغىنىشلىق خەت.

عَاطِلٌ ج عَوَاطِلُ وَ عُطُلٌ: ئىشسىز، خالىي، كەم، بوش؛ بىكار تەلەپ؛ ناچار.

عَاطِلَةٌ ج عَوَاطِلُ وَ عَاطِلَاتٌ: زىبۇزىننەتتىن خالىي ئايال؛ ئىشسىز.

عَاطُوسٌ: ناسۋال.

عَاطَى يُعَاطِي مُعَاطَاةً وَ عِطَاءَ الشَّيْءِ غَيْرَهُ: نەرسىنى بەردى، تاپشۇرۇپ بەردى.

عَافَ يَعَافُ عَيْفًا وَ عِيَافًا وَ عَيَفَانًا: يىرگەندى، ياقتۇرمىدى، زېرىكتى.

يَعَافُ النَّظَرَ إِلَيْهِ: ئۇنىڭ ئۇنى كۆرگۈسى يوق.

عَافَ التَّدْخِينَ فَأَقْلَعَ عَنْهُ: تاماكىدىن يىرگىنىپ، ئۇنى تاشلىدى.

عَافَ يَعُوفُ عَوْفًا الطَّائِرُ: قۇش قونۇش ئۈچۈن ئەگىدى.

عَافَ يَعِيفُ عَيْفًا الطَّائِرُ: قۇش ئايلاندى، ئەگىدى.

عَافَ يَعِيفُ عِيَافَةً الطَّيْرَ: قۇشنىڭ ئۇچۇشىغا قاراپ پال ئاچتى.

عَافَسَ يُعَافِسُ مُعَافَسَةً: چېلىشتى، مەشق قىلدى.

عَافَى يُعَافِي مُعَافَاةً وَ عِفَاءً وَ عَافِيَةً اللهُ فُلَانًا: پالاننى خۇدا ساقلىدى.

عَافَاهُ اللهُ: ئاللاھ ئۇنىڭغا شىپالىق بەرسۇن.

عَافٍ ج عِفِيٌّ و عَافِيَةٌ وَ عِفَاءٌ: ئۆچۈرۈلگەن، ئۆچۈرۈۋېتىلگەن، ئىزى يوقالغان.

عَافٍ ج عُفِيٌّ وَ عفَاةٌ وَ عَافِيَةٌ: مېھمان.

عَافِيَةٌ ج عَافِيَاتٌ وَ عَوَافٍ: تەن سالامەتلىك، ساغلاملىق.

عَاقَ يَعِيقُ عَيْقًا فُلَانًا عَنْ كَذَا: توسۇدى، مەنئى قىلدى.

عَاقَ يَعُوقُ عَوْقًا عَنْ كَذَا: كېچىكتۈردى، توسۇپ قويدى، يۈز ئۆرۈتۈپ قويدى.

عَاقَهُ: ئۇنىڭغا توسقۇنلۇق قىلدى، توسالغۇ بولدى.

عَاقَبَ يُعَاقِبُ مُعَاقَبَةً وَ عِقَابًا: جازالىدى، قىساس ئالدى.

﴿فَإِنْ عَاقَبْتُمْ فَعَاقِبُوا بِمِثْلِ مَا عُوقِبْتُمْ بِهِ﴾ «قرآن»: ئەگەر ئىنتىقام ئالماقچى بولساڭلار، ئۆزۈڭلارغا يەتكەن زىيان-زەخمەت قانچىلىك بولسا، شۇنچىلىك ئىنتىقام ئېلىڭلار.

عَاقَبَهُ: ئۇنىڭ بىلەن نۆۋەتلەشتى، ئالماشتى.

عَاقِبٌ: ئورۇنباسار، كېيىن كەلگەن، تولۇق ھوقۇقلۇق ئەلچى.

عَاقِبَةٌ ج عَوَاقِبُ: نەتىجە، ئاقىۋەت؛ ئىشنىڭ ئاخىرى.

حَسَنُ الْعَاقِبَةِ: ياخشى ئاقىۋەت.

سُوءُ الْعَاقِبَةِ: يامان ئاقىۋەت.

﴿وَالْعَاقِبَةُ لِلْمُتَّقِينَ﴾ «قرآن»: ياخشى ئاقىۋەت تەقۋادارلارغا مەنسۇپتۇر.

عَاقَدَ يُعَاقِدُ مُعَاقَدَةَ الْقَوْمِ: قوۋم كېلىشىم تۈزۈشتى.

عَاقَرَ يُعَاقِرُ مُعَاقَرَةَ الشَّيْءَ: نەرسىگە بېرىلىپ كەتتى.

عَاقِرٌ ج عَوَاقِرُ: تۇغماس ئايال.

رَجُلٌ عَاقِرٌ ج عُقَّرٌ: تۇغماس ئەر.

﴿وَقَدْ بَلَغَنِيَ الْكِبَرُ وَامْرَأَتِي عَاقِرٌ﴾ «قرآن»: مەن قېرىپ قالغان تۇرسام، ئايالىم تۇغۇتتىن قالغان تۇرسا.

عَاقٌّ ج عَقَقَةٌ وَ عَاقُّونَ م عَاقَّةٌ ج عَوَاقٌّ وَ عَاقَّاتٌ: قاقشاتقۇچى، ئاسىيلىق قىلغۇچى، نائىنساپ بالا.

عَاقِلٌ ج عَاقِلُونَ وَ عُقَلَاءُ م عَاقِلَةٌ ج عَاقِلَاتٌ وَ عَوَاقِلُ: ئاقىل، زېرەك، چۈشەنگۈچى، سەزگۈر، دانا.

عَاقُولٌ ج عَوَاقِيلُ: قانداغاي.

عَاكَ يَعُوكُ عَوْكًا وَ مَعَاكًا عَلَيْهِ: ئۇنىڭغا ھۇجۇم قىلدى.

عَاكَ بِهِ: ئىلتىجا قىلدى.

عَاكَ مَعَاشَهُ: ئېرىشتى.

عَاكَ يَعِيكُ عَيْكَانًا: دولىسىنى ئېتىپ ماڭدى.

عَاكَسَ يُعَاكِسُ مُعَاكَسَةً: قارشىلاشتى، توسقۇنلۇق قىلدى.

عَاكَسَهُ: ئۇنى بىزار قىلدى.

عَاكَسَهُ الْقَدَرُ: پېشانىسى تەتۈر كەلدى.

عَاكِسٌ ج عَوَاكِسُ: ئەكس ئەتتۈرگۈچى، قايتۇرۇش كۈچى، ئەكس ئەتتۈرۈش كۈچى.

عَاكِسُ الْكَائِنِ: كائىناتنىڭ ئىنكاسى.

الْعَاكِسُ الذَّرِّيّ: ئاتوم قازنىي، ئاتوم رېئاكتورى.

عَاكِسَةٌ ج عَاكِسَاتٌ: ئەكس ئەتتۈرگۈچى.

عَاكِسَةُ النُّورِ: نۇر قايتۇرغۇچى.

مِرآةٌ عَاكِسَةٌ: نۇر قايتۇرغۇچى ئەينەك.

عَاكَظَ يُعَاكِظُ مُعَاكَظَةً الأَمْرَ: كېچىكتۈردى، كەينىگە سۈردى.

عَاكِفٌ ج عُكُوفٌ وَ عَاكِفُونَ وَ عُكَّفٌ: ۋۇجۇدى بىلەن بېرىلگۈچى، باش چۆكۈرۈپ ئىشلىگۈچى، خىلۋەتتە ياشىغۇچى، ئىتىكاپ قىلغۇچى.

﴿وَ لَاتُبَاشِرُوهُنَّ وَأَنْتُمْ عَاكِفُونَ فِي الْمَسَاجِدِ﴾ «قرآن»: سىلەر مەسجىدتە ئىتىكاپتا ئولتۇرغان چېغىڭلاردا ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار.

عَاكَّ يُعَاكُّ مُعَاكَّةً فُلَانًا عَلَيْهِ: ھېسداشلىق قىلدى.

عَاكِلٌ ج عُكَّلٌ: بېخىل، پىخسىق، قىسقا، پاكار.

عَاكَمَ يُعَاكِمُ مُعَاكَمَةً فُلَانٌ عَلَى فُلَانٍ: ياردەملەشتى، ھەمكارلاشتى.

عَاكُوبٌ: توپا، چاڭ.

عَاكٍ (العَاكِي) ج عُكَاةٌ: يىكچى، يىك ساتقۇچى، ئۆلۈك ئادەم.

عَالَ يَعُولُ عَوْلًا فِي حُكْمِهِ: ئادالەتسىزلىك قىلدى، ھەقىقەتتىن بۇرۇلۇپ كەتتى.

﴿ذَالِكَ أَدْنَى أَلَّا تَعُولُوا﴾ «قرآن»: بۇ زۇلۇم قىلماسلىقىڭلارغا ئەڭ يېقىندۇر.

عَالَ الشَّيْءُ فُلَانًا: نەرسە پالانىغا ئېغىر كەلدى، يۈك بولۇپ قالدى.

عَالَ الرَّجُلُ: كىشى كەمبەغەللىشىپ كەتتى.

عَالَ يَعُولُ عَوْلًا وَ عِيَالَةً الرَّجُلُ: كىشىنىڭ جان سانى كۆپىيىپ كەتتى؛ كىشى كەمبەغەللىشىپ كەتتى، موھتاج بولۇپ قالدى.

عَالَ الرَّجُلُ عِيَالَهُ: كىشى ئائىلىسىنى باقتى، تەمىنلىدى.

«مَنْ عَالَ جَارِيَتَيْنِ حَتَّى تَبْلُغَا جَاءَ يَوْمَ الْقِيَامَةِ أَنَا وَهُوَ كَهَاتَيْنِ» «حديث»: كىمكى ئىككى قىزنى بالاغەتكە يەتكۈچىلىك بېقىپ چوڭ قىلسا، قىيامەت كۈنى ئۇ مەن بىلەن مۇشۇنداق كېلىدۇ.

«الْجَاهِلُ يَعْتَمِدُ إِلَى نَسَبِهِ وَالْعَالِمُ يَعُولُ إِلَى أَدَبِهِ»: نادان ئۆزىنىڭ نەسەبىگە تايىنىدۇ، ئالىم ئۆزىنىڭ ئەدىبىگە (ئىلمىگە) تايىنىدۇ.

عَالَ يَعِيلُ عَيْلًا الشَّيْءُ فُلَانًا: نەرسە پالانىغا ئېغىر يۈك بولۇپ قالدى، زور مەسئۇلىيەت ئارتىلدى، ئاجىزلاشتۇرۇۋەتتى، موھتاج قىلىپ قويدى.

عَالَ يَعِيلُ عَيْلَةً وَ عَيْلًا وَ عُيُولًا وَ مَعِيلًا: كەمبەغەللىشىپ كەتتى، پېقىر بولۇپ قالدى.

«مَاعَالَ مُقْتَصِدٌ» «حديث»: تېجەشلىك بولغان ئادەم كەمبەغەللىشىپ كەتمەيدۇ.

عَالَةٌ: كەمبەغەللىك.

الْعَالَةُ: زۇنتەك، شاخ ـ شۇمبىدىن قىلىنغان چېدىرچە، ساتما؛ يۈك؛ ئېغىرلىق.

هُوَ عَالَةٌ عَلَى غَيْرِهِ: ئۇ باشقىلارغا تورمۇشتا يۈك بولۇپ قالدى.

عَاشَ عَالَةً عَلَى فُلَانٍ: پالانىغا تايىنىپ ياشىدى.

عَالَجَ يُعَالِجُ مُعَالَجَةً وَ عِلَاجًا الْمَرِيضَ: كېسەلنى داۋالىدى.

عَالَجَ الأَمْرَ: ئىشنى بىجىردى، چارىسىنى كۆردى.

عَالَجَ الْمَوْضُوعَ: ماۋزۇنى مۇھاكىمە قىلدى.

عَالَجَ الْحَدِيدَ: پولاتنىڭ سۈيىنى ياندۇردى، پىششىقلاپ ئىشلىدى.

عَالَمٌ ج عَالَمُونَ وَ عَوَالِمُ: ئالەم، دۇنيا، جاھان، كائىنات.

عَالَمُ الْحَيَوَانِ: ھايۋاناتلار دۇنياسى.

عَالَمُ النَّبَاتِ: ئۆسۈملۈكلەر دۇنياسى.

عَالَمٌ مُتَمَدِّنٌ: مەدەنىيەت دۇنياسى، يېڭىچە دۇنيا.

عَالَمُ الْخَيَالِ: ئۇيقۇ، چۈش.

اَلْعَالَمُ الْعَرَبِيّ: ئەرەب دۇنياسى.

عَالَمُ الْإِنْسَانِ: ئىنسانىيەت دۇنياسى.

اَلْعَالَمُ الْإِسْلَامِيّ: ئىسلام دۇنياسى.

بُلْدَانُ الْعَالَمِ الثَّالِثِ: 3 ـ دۇنيا ئەللىرى.

عَالِمٌ ج عُلَمَاءُ: ئالىم، بىلگۈچى، مەخسۇس بىلىم ئىگىسى، مۇتەخەسسىس، بىلىملىك.

عَالِمُ الْمَشْرِقِيَّاتِ: شەرقشۇناس.

﴿عَالِمُ الْغَيْبِ وَالشَّهَادَةِ فَتَعَالَى عَمَّا يُشْرِكُونَ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ غەيبنى ۋە ئاشكارىنى بىلگۈچىدۇر، مۇشرىكلارنىڭ شېرىك كەلتۈرگەن نەرسىلىرىدىن ئۈستۈندۇر.

﴿إِنَّمَا يَخْشَى اللهَ مِنْ عِبَادِهِ الْعُلَمَاءُ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھنىڭ بەندىلىرى ئىچىدە ئاللاھتىن پەقەت ئالىملارلا قورقىدۇ.

عَالِمٌ بِالْأَمْرِ: تەدبىرلىك، تەجرىبىلىك.

عَالِمَةٌ ج عَوَالِمُ: ئايال ئالىم.

عَالَمِيٌّ: ئالەمشۇمۇل، دۇنياۋى، دۇنيالىق، خەلقئارالىق، زامانىۋى.

عَالَمِيَّةٌ: دۇنيالىق، دۇنياۋى، خەلقئارالىق.

اَلْحَرْبُ الْعَالَمِيَّةُ: دۇنيا ئۇرۇشى.

اَلْأَسْوَاقُ الْعَالَمِيَّةُ: دۇنيا بازىرى، خەلقئارالىق بازار.

عَالِمِيَّةٌ: باكالاۋر.

عَالَنَ يُعَالِنُ مُعَالَنَةً وَ عِلَانًا غَيْرَهُ بِالشَّيْءِ: ئاشكارا قىلدى، ئوچۇق قىلدى، ئېلان قىلدى، جاكارلىدى.

عَالَى يُعَالِي مُعَالَاةً الشَّيْءَ: كۆتۈردى، ئېگىزلەتتى.

عَالٍ (العَالِي) م عَالِيَةٌ: يۇقىرى، ئۈستۈن، ئالىي، يۈكسەك.

بِصَوْتٍ عَالٍ: يۇقىرى ئاۋاز بىلەن.

﴿وَإِنَّ فِرْعَوْنَ لَعَالٍ فِي الْأَرْضِ وَإِنَّهُ لَمِنَ الْمُسْرِفِينَ﴾ «قۇرئان»: پىرئەۋن زېمىندا (يەنى، مىسىر زېمىندا) شەك ـ شۈبھىسىزكى، مۇتەكەببىردۇر، ئۇ ئەلۋەتتە ھەددىدىن ئاشقۇچىدۇر.

عَالِي الْكَعْبِ: ئېسىل، مەرتىۋىلىك.

عَالِي الْهِمَّةِ: ھىممەتلىك، ئىرادىلىك.

اَلْبَابُ الْعَالِي: ئوسمان خانىدانلىقى دەۋرىدىكى تۈركىيە ھۆكۈمىتى.

جَعَلَ عَالِيَهُ سَافِلَهُ: ئاستىن ـ ئۈستۈن قىلىۋەتتى، كۆمتۈرۈۋەتتى.

عَامَ يَعُومُ عَوْمًا فِي الْمَاءِ: سۇ ئۈزدى، سۇدا لەيلىدى.

عَامَ يَعِيمُ عَيْمًا وَ عَيْمَةً وَ عِيَامًا: سۈتنى ياخشى كۆردى، كۆڭلى سۈتكە تارتتى؛ سۈتى ئازلاپ كەتتى؛ ئۇسساپ كەتتى.

عَامٌ ج أَعْوَامٌ: يىل.

عَامٌ مَدْرَسِيٌّ: ئوقۇش يىلى.

﴿وَفِصَالُهُ فِي عَامَيْنِ﴾ «قۇرئان»: ئىككى يىلدا ئۇنى ئەمچەكتىن ئايرىدى.

كُلَّ عَامٍ وَأَنْتُمْ بِخَيْرٍ: يېڭى يىلىڭىزغا مۇبارەك بولسۇن.

عَامَئِذٍ: شۇ يىلى، ئۇز ۋاقتىدا.

لَبِثَ فِي الْأَسْرِ أَعْوَامًا: ئەسىرلىكتە بىرقانچە يىل تۇرۇپ قالدى.

رَأْسُ الْعَامِ: يىل بېشى.

عَامَةٌ: سال.

عَامِدٌ: مەقسەت قىلغۇچى.

لَا تَلُمْهُ فَلَمْ يَفْعَلْ ذَالِكَ عَامِدًا: ئۇنى ئەيىبلىمە، ئۇ قەستەن قىلمىدى.

عَامِرٌ ج عُمَّارٌ م عَامِرَةٌ ج عَوَامِرُ: ئاھالىسى زىچ، زىچ ئولتۇراقلاشقان؛ ئورۇنلاشقۇچى، ماكانلاشقۇچى؛ ئاۋات، گۈللەنگەن.

عَامِرُ الْبَيْتِ ج عَوَامِرُ: يىلان.

أُمّ الْعَامِرِ: سىرتلان.

«نَقْضِي أَوْقَاتِ فَرَاغِنَا فِي الْقِرَاءَةِ فِي تِلْكَ الْمَكْتَبَةِ

بىلەن ئۆتتى.

عَنُوتٌ: تىك قىيالىق، تاغ يانباغرى.

عُنُودٌ ج عُنُدٌ: تەرسا، كاج.

عَقَبَةٌ عَنُودٌ: قىيىن، مۈشكۈل، توغرا يولىدىن بۇرۇلۇپ كەتكۈچى.

عَنْوَنَ يُعَنْوِنُ عَنْوَنَةً الْخِطَابَ: ئادرېس يازدى.

عَنْوَنَ الْكِتَابَ: كىتابقا ماۋزۇ يازدى، كىتابقا ئىسىم قويدى.

عَنَى يَعْنِي عَنْيًا وَ عِنَايَةً: ئىرادە قىلدى، مەقسەت قىلدى.

تَرَكَ مَا لَا يَعْنِيهِ: مۇناسىۋەتسىز ئىشلارنى قىلمىدى، بىھۇدە ئىشلارنى تەرك ئەتتى.

«مَنْ يَتَدَخَّلْ فِيمَا لَا يَعْنِيهِ يَلْقَ مَا لَا يُرْضِيهِ»: مۇناسىۋەتسىز ئىشلارغا ئارىلاشقان كىشى خاپىلىق تارتىپ قالىدۇ.

«مِنْ حُسْنِ إِسْلَامِ الْمَرْءِ تَرْكُهُ مَا لَا يَعْنِيهِ» ‹حديث›: مۇناسىۋەتسىز ئىشلارغا ئارىلاشمىغان ئادەم ياخشى مۇسۇلماندۇر.

عَنَى يَعْنِي عِنَايَةً وَ عُنِيًّا: كۆڭۈل بۆلدى، غەمخورلۇق قىلدى، دىققەت قىلدى.

عَنَى اللهُ بِهِ: ئاللاھ ئۇنى ئۆز پاناھىدا ساقلىغاي.

عَنِيَ يَعْنَى عَنَاءً: ھاردى، چارچىدى.

عَنِيَ فِي إِعْدَادِ كِتَابِهِ أَشَدَّ الْعَنَاءِ: كىتابىنى تەييارلاشتا قاتتىق جاپا چەكتى.

عَنِيَ يَعْنَى عَنًا فِي الْقَوْمِ: قوۋمغا ئەسىر چۈشۈپ قالدى.

عُنْيَانٌ: ئادرېس، ماۋزۇ، تېما.

عَنِيَّةٌ: جاپا ـ مۇشەققەت، ئەمگەك، چارچاش.

عَنِيدٌ ج عُنُدٌ: جاھىل، تەرسا؛ ھەققەتكە قارشى چىققۇچى.

خَصْمٌ عَنِيدٌ: كۈچلۈك دۈشمەن، كۈچلۈك رىقابەتچى.

﴿إِنَّهُ كَانَ لِآيَاتِنَا عَنِيدًا﴾ ‹قرآن›: چۈنكى، ئۇ بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە قارشى چىقتى.

عَنِيفٌ ج عُنُفٌ: قاتتىق، دەھشەتلىك، شىددەتلىك.

جِهَادٌ عَنِيفٌ: شىددەتلىك كۈرەش.

لَا تَكُنْ عَنِيفًا: قاتتىق قول بولما.

إِجْرَاءَاتٌ عَنِيفَةٌ: كەسكىن تەدبىرلەر.

عَهَارَةٌ: زىنا قىلماق، پاھىشە قىلماق، بۇزۇقچىلىق قىلماق.

عَهِدَ يَعْهَدُ عَهْدًا الشَّيْءَ: تونۇدى، بىلدى.

عَهِدَ فُلَانًا بِمَكَانِ كَذَا: پالانى بىلەن مۇشۇ جايدا ئۇچراشتى.

عَهِدَ الْوَعْدَ: ۋەدىگە ۋاپا قىلدى.

عَهِدَ إِلَيْهِ: ئۇنىڭغا تاپشۇردى، ھاۋالە قىلدى.

عَهِدَ إِلَيْهِ بِكَذَا: بۇنى ئۇنىڭغا تاپشۇردى، ھاۋالە قىلدى.

﴿وَعَهِدْنَا إِلَى إِبْرَاهِيمَ وَ إِسْمَاعِيلَ أَنْ طَهِّرَا بَيْتِيَ لِلطَّائِفِينَ﴾ ‹قرآن›: ئىبراھىم بىلەن ئىسمائىلغا ئۆيۈمنى (يەنى، كەئبەمنى) تاۋاپ قىلغۇچىلار ... ئۈچۈن پاك تۇتۇشنى بۇيرۇدۇق.

لَا يَزَالُ هَذَا الْمَكَانُ كَمَا عَهِدْتُهُ: بۇ جاي مەن كۆرگەن پېتى تۇرۇپتۇ.

عَهِدَ الرَّئِيسُ إِلَيْهِ بِتَأْلِيفِ حُكُومَةٍ جَدِيدَةٍ: رەئىس ئۇنىڭغا يېڭى ھۆكۈمەت تەشكىللەشنى تاپشۇردى.

عَهْدٌ ج عُهُودٌ: ۋەدە، ئەھدە؛ كاپالەت؛ ھىمايە، توختام؛ دەۋر، زامان؛ شەرتنامە، كېلىشىم؛ قەسەم؛ دوستلۇق؛ ئامانەت.

«عَهْدُكُمْ قَدْ كَانَ عَهْدًا زَاهِرًا وَلَقَدْ أَرْجَعْتُمُوا عَهْدَ النَّبِيِّ»: سىلەرنىڭ زامانەڭلار ئاجايىپ گۈللىنىپتۇ، دەۋرنى رەسۇلۇللاھنىڭ زامانىغا قايتۇرۇۋېسىلەر.

عَهْدَئِذٍ: شۇ چاغدا، ئۇز ۋاقتىدا، شۇ دەۋردە.

﴿وَأَوْفُوا بِعَهْدِي أُوفِ بِعَهْدِكُمْ﴾ «قرآن»: ۋەدەڭلارغا ۋاپا قىلىڭلار، مەنمۇ سىلەرگە قىلغان ۋەدەمگە ۋاپا قىلىمەن.

الْعَهْدُ الْجَدِيْدُ: ئىنجىل.

الْعَهْدُ الْقَدِيْمُ: تەۋرات.

قَرِيْبُ الْعَهْدِ / حَدِيْثُ الْعَهْدِ: يېقىندا، ئازغىنە ۋاقىت ئىلگىرى.

نَقْضُ الْعَهْدِ: ۋەدىنى بۇزماق، ۋەدىگە خىلاپلىق قىلماق.

وَلِيّ الْعَهْدِ. وَلِيّ عَهْدِ الْمَلِكِ: پادىشاھنىڭ ۋارىسى. ۋەلىئەھدى.

عَلَى عَهْدِهِ: ئۇنىڭ دەۋرىدە.

«إِنَّ حُسْنَ الْعَهْدِ مِنَ الْإِيْمَانِ» «حديث»: ئەھدىگە ۋاپا قىلىش ئىماننىڭ جۈملىسىدىن.

عُهْدَةٌ ج عُهَدٌ: مەسئۇلىيەت، مەجبۇرىيەت؛ كاپالەت، ھۆددە؛ ئاجىزلىق.

هَذَا فِي عُهْدَتِهِ: بۇ ئۇنىڭ كاپالىتىدە.

عُهْدَةُ الْخَبَرِ عَلَى رَاوِيْهِ: خەۋەرنىڭ راست-يالغانلىقىغا رىۋايەت قىلغۇچى كېپىل.

عَهْدِيٌّ: شەرتنامىنىڭ، كېلىشىمنىڭ.

عَهِرَ يَعْهَرُ عَهرًا / عَهْرًا وَ عَهَرًا وَ عُهُورًا وَ عَهَارَةً وَ عُهُورَةً: زىنا قىلدى، پاھىشىۋازلىق قىلدى.

عَهْرٌ / عَهَرٌ: پاھىشە قىلماق، بۇزۇقچىلىق قىلماق.

عَهِرٌ: پاھىشىۋاز، زىناخور.

عَهَنَ يَعْهُنُ عَهْنًا الشَّيْءُ: داۋاملاشتى، مۇقىم بولدى.

عَهَنَ فِي الْعَمَلِ: ئىشقا تىرىشچانلىق كۆرسەتتى.

عَهَنَ يَعْهِنُ عُهُونًا جَرِيْدَةُ النَّخْلِ: خورما دەرىخىنىڭ شاخلىرى قۇرۇدى.

عَهَنَ يَعْهِنُ عَهْنًا الْقَضِيْبُ: كېسىلگەن شاخ سولاشتى.

عِهْنٌ ج عُهُونٌ: يۇڭ، بويالغان يۇڭ، ئىتىلغان يۇڭ.

﴿وَتَكُوْنُ الْجِبَالُ كَالْعِهْنِ الْمَنْفُوشِ﴾ «قرآن»: تاغلار ئىتىلغان يۇڭدەك بولۇپ كېتىدۇ.

عَهِيْدٌ: ئىتتىپاقداش، ئىتتىپاقداش دۆلەت، ئىتتىپاق تۈزگۈچى.

عُوَاءٌ: قاۋىماق، ھاۋشىماق، ھۇۋلىماق.

عَوَارٌ: كەمچىلىك، نۇقسان، ئەيىب؛ يېرىق، يىرتىق.

سِلْعَةٌ ذَاتُ عَوَارٍ: ئەيىبى بار مال.

عَوَامٌّ: ئاددىي خەلق، ئاۋام، پۇقرا.

لُغَةُ الْعَوَامِّ: ئاۋامنىڭ تىلى.

مَجْلِسُ الْعَوَامِّ: ئاۋام پالاتاسى، تۆۋەن پالاتا.

عَوَانٌ: ئوتتۇرا ياش.

حَرْبٌ عَوَانٌ: شىددەتلىك ئۇرۇش، كەسكىن جەڭ.

﴿إِنَّهَا بَقَرَةٌ لَا فَارِضٌ وَلَا بِكْرٌ عَوَانٌ بَيْنَ ذَالِكَ﴾ «قرآن»: بۇ كالا قېرىمۇ ئەمەس، ياشمۇ ئەمەس، ئوتتۇرا ياش بولسۇن.

عَوَائِدُ: باج، سېلىق.

عَوَائِدُ بَلَدِيَّةٌ: شەھەرلىك باج.

عَوَائِدُ الدَّلَالَةِ: شىبىرنىكانە، چاي پۇلى، ئاپان ھەققى.

عَوَائِدُ جُمْرُكِيَّةٌ: چېگرا بېجى.

عَوَائِدُ الرَّصِيْفِ: پورت بېجى.

عَوِجَ يَعْوَجُ عَوَجًا الْعُودُ: شاخ ئېگىلدى.

عَوِجَ الطَّرِيْقُ: يول ئەگرى بولدى.

عَوِجَ الشَّخْصُ: كىشى ئەخلاقسىز بولدى، خۇيى يامان بولدى.

عِوَجٌ: قىڭغىر، ئۇدۇل ئەمەس، مايماق، ئەگرى.

قَوْلٌ غَيْرُ ذِي عِوَجٍ: ساغلام سۆز.

﴿قُرْآنًا عَرَبِيًّا غَيْرَ ذِي عِوَجٍ﴾ «قرآن»: قۇرئان ئەرەبچىدۇر، ئەگرىلىكتىن خالىيدۇر.

عَوَجٌ: ئەگرى-بۈگرى.

عِوَجُ الْعِظَامِ: راخت (سۆڭەك قاتماسلىق كېسىلىگە مۇپتىلا بولغان).

عَوْجَاء ج عُوجٌ: ئەگرى-بۈگرى، توقاي، قىڭغىر.

عَوْدٌ. عَوْدَةٌ: قايتماق، ياناق؛ تەكرارلىماق، قايتا قىلماق؛ (كېسەل) يوقىلماق.

عَوْدٌ إِلَى أَمْرٍ: قايتا ئىشلىمەك.

عَوْدٌ إِلَى الْإِجْرَامِ: قايتا جىنايەت سادىر قىلماق.

عُوْدٌ ج أَعْوَادٌ وَ عِيْدَانٌ: ئـۇد (بىر خىل چالغۇ ئەسۋابى)؛ ياغاچ، شاخ؛ خۇش پۇراقنىڭ بىر خىلى.

عُودُ الثِّقَابِ: سەرەڭگە.

عُودُ الرِّيحِ: چوغلۇق، غاڭزا.

عَجَمَ عُودَهُ: سىناپ كۆردى، تەجرىبە قىلدى.

صَلَابَةُ الْعُودِ: قاتتىقلىق، مۇستەھكەم.

عَوْذٌ: يەسلى؛ يىغىۋېلىش ئورنى؛ پاناھ جاي؛ پاناھلانماق.

عُوذَةٌ ج عُوَذٌ: تۇمار، تىلتۇمار، ئەپسۇن.

عَوِرَ يَعْوَرُ عَوَرًا الشَّخْصُ: يەكچەشمە بولۇپ قالدى، ئالىغاي بولۇپ قالدى.

عَوْرَاء ج عَوْرَات وَ عُور: يەكچەشمە.

عَـوْرَةٌ ج عَـوراتٌ: ئەۋرەت (ئۇيـاتلىق ئەزالار)، نۇقسان، كەمتۈكلۈك، كاۋاك.

﴿وَمَا هِيَ بِعَوْرَةٍ إِنْ يُرِيدُونَ إِلَّا فِرَارًا﴾ «قرآن»: بۇلارنىڭ ئۆيلىرى ئوچۇقچىلىقتا ئەمەس، ئۇلار پەقەت قېچىشنىلا ئويلايدۇ.

«الْعَوْرَةُ مِنَ الرَّجُلِ مَا بَيْنَ السُّرَّةِ وَالرُّكْبَةِ وَمِنَ الْمَرْأَةِ جَمِيعُ جَسَدِهَا إِلَّا الْوَجْهَ وَالْيَدَيْنِ إِلَى الْكُوْعَيْنِ»: ئەر كىشىنىڭ ئەۋرىتى كىندىك بىلەن تىزىنىڭ ئارىلىقى، ئايالنىڭ يۈزى، ئىككى قولىنىڭ بىغىشىغىچە بولغان ئارىلىقتىن باشقا پۈتۈن ئەزاسى ئەۋرەتتۇر.

هَزَمُوا بِسَبَبِ عَوْرَةٍ فِي حِصْنِهِمْ: ئۇلارنىڭ قورغىنىدا نۇقسان بولغانلىقى سەۋەبىدىن ئۇلار مەغلۇپ بولدى.

عَوِزَ يَعْوَزُ عَوَزًا الرَّجُلُ: موھتاج بولدى، پېقىر بولدى، كەمبەغەل بولدى.

عَوِزَ الشَّيْءُ: نەرسە كەمچىل بولۇپ قالدى.

عَوِزَ الْأَمْرُ: ئىش قىيىنلاشتى، تەس بولدى.

عَوَزٌ: تەلەپ، ئېھتىياج.

عَوَزٌ: ھاجەت، قىيىنچىلىق موھتاجلىق.

«دَفَعَهُ الْعَوَزُ إِلَى الْهِجْرَةِ مِنْ وَطَنِهِ»: ئۇنىڭ موھتاجلىقى ئۇنى يۇرتىدىن ئايرىلىشقا مەجبۇرلىدى.

عَوِزٌ: كەمبەغەل، ھاجەتمەن.

عُوسٌ: ئاق قوچقار.

عَوْسَجٌ ج عَوَاسِجُ: ، ئىت بۇرۇن؛ قارايەرتۆق؛ خورزۇر (تىكەنلىك دەرەخ).

عَوِصَ يَعْوَصُ عَوَصًا الْأَمْرُ: ئىش تەس بولدى.

عَوْصٌ: كۈچ، ھەرىكەت، روھ، ھاجەت، قىيىن.

عَوَصٌ: قىيىن.

عِوَضٌ ج أَعْوَاضٌ: بەدەل؛ تەڭ قىممەتتىكى نەرسە؛ مۇكاپات.

عِوَضًا عَنْ كَذَا: ئۇنىڭ ئورنىدا، ئۇنىڭغا ۋاكالىتەن.

خُذْ هَذَا عِوَضًا عَنْ ذَالِكَ: بۇنىڭ ئورنىغا بۇنى ئالغىن.

عَوْضُ: ئەزەلدىن تارتىپ، ھېچقاچان، ئەسلا، ھەرگىز، مەڭگۈ، ئەبەدىي.

مَا رَأَيْتُهُ عَوْضًا: مەن ئۇنى ھېچقاچان كۆرمىدىم.

عَوْطَبٌ: دولقۇن ئازگىلى.

عَوْفٌ: ھال، ئەھۋال؛ يولۋاس، بۆرە، قۇش، خوراز، مېھمان؛ تەلەي.

عَوْقٌ: توسماق، توسقۇنلۇق قىلماق، دەخلى قىلماق، كېچىكتۈرمەك.

عَوْلٌ: ئادالەتسىزلىك، خاتالىق، تەڭسىزلىك؛

زۇلۇم؛ ئاۋازلىق يىغا.

عِوَلٌ: يۆلەنمەك، تايانماق.

عَوْمٌ: سۇ ئۈزمەك، سۇدا لەيلىمەك.

لِبَاسُ الْعَوْمِ: سۇ ئۈزۈش كىيىمى.

خَطُّ الْعَوْمِ: چۆكۈش سىزىقى.

فُلَانٌ لَايُحْسِنُ الْعَوْمَ: پالانى سۇ ئۈزۈشنى بىلمەيدۇ.

عَوْمًا. بِالْعَوْمِ: سۇدا ئۈزۈپ، سۇدا لەيلەپ.

عَوْنٌ: ياردەم بەرمەك، يۆلىمەك.

عَوْنٌ ج أَعْوَانٌ: ياردەمچى.

«كَانَ لِي نِعْمَ الْعَوْنُ فِي مِحْنَتِي»: ئۇ بېشىمغا كۈن چۈشكەندە ياخشى ياردەم قىلدى.

مَدَّ لَهُ يَدَ الْعَوْنِ: ئۇنىڭغا ياردەم قولىنى سۇندى.

«أَهْلُ الْجَوْرِ وَأَعْوَانُهُمْ فِي النَّارِ» ‹حديث›: زالىملار ۋە ئۇلارنىڭ ياردەمچىلىرى دوزاختا بولىدۇ.

عَوْنَةٌ: ئالۋاڭ، ھاشار، مەجبۇرىي ئەمگەك.

عَوَّاجٌ: پىل چىشى ساتقۇچى.

عَوَّاجَةٌ: مەجرۇھ، مىيىپ.

عَوَّادٌ ج عَوَّادُونَ: چارتار چالغۇچى، ئۇد چالغۇچى.

عُوَّارٌ: چاپاق.

قَذًى بِعَيْنِكَ أَمْ بِالْعَيْنِ عُوَّارٌ: كۆزۈڭدە توپا ـ چاڭ بارمۇ؟ ياكى چاپاق بارمۇ؟

عَوَّاقٌ: تورمۇز.

عَوَّامٌ ج عَوَّامَاتٌ: سۇ ئۈزگۈچى، سۇ ئۈزۈش ماھىرى.

عَوَّامَةٌ ج عَوَّامَاتٌ: لەيلىمە بەلگە، بالون.

عَوَّامَةٌ لِلنَّجَاةِ مِنَ الْغَرَقِ: قۇتقۇزۇش بالونى.

عَوَّامَةُ صِنَّارَةِ السَّمَكِ: لەيلىگۈچى قارماق.

عَوَّامَةُ السَّمَكِ: پۇۋەك، بېلىق پۇۋىكى.

عَوَّجَ يُعَوِّجُ تَعْوِيجًا الْعُودَ: ياغاچنى ئەگدى.

عَوَّجَ شِدْقَيْهِ: ئېغىزىنى پۇرۇشتۇردى.

عَوَّدَ يُعَوِّدُ تَعْوِيدًا: ئادەتلەندۈردى، كۆندۈردى.

«عَوَّدَ إِبْنَهُ الْإِعْتِمَادَ عَلَى نَفْسِهِ»: ئوغلىنى ئۆز كۈچىگە تايىنىشقا ئادەتلەندۈردى.

عَوَّذَ يُعَوِّذُ تَعْوِيذًا ـ هُ: پاناھلىق ئىزدىدى؛ ئەپسۇن ئوقۇدى.

عَوَّذَ الرَّجُلَ: كىشىگە تۇمار ئېسىپ قويدى.

عُوَّذٌ: تاغ ئۈستىدىكى قۇش ۋە دەرەخ قاتارلىقلاردىن پاناھ تىلىمەك.

عَوَّرَ يُعَوِّرُ تَعْوِيرًا ـ هُ فُلَانًا: پالانىنى قارىغۇ قىلىپ قويدى، يەكچەشمە قىلىپ قويدى.

عَوَّصَ يُعَوِّصُ تَعْوِيصًا: سۆز ـ ھەرىكىتى تۇتۇق بولمىدى.

عَوَّضَ يُعَوِّضُ تَعْوِيضًا: تولدۇرۇپ بەردى، تۆلەپ بەردى.

«إِذَا ابْتَلَيْتُ عَبْدِي بِحَبِيبَتَيْهِ فَصَبَرَ عَوَّضْتُهُ مِنْهُمَا الْجَنَّةَ» ‹حديث قدسي›: «مەن بەندەمنى ئىككى كۆزىدىن ئايرىسام، ئۇ بۇنىڭغا سەۋر قىلسا، ئىككى كۆزىنىڭ بەدىلىگە ئۇنىڭغا جەننەت ئاتا قىلىمەن».

عَوَّضَهُ عَنِ الْخَسَائِرِ: ئۇنىڭغا زىياننى تۆلەپ بەردى.

«إِنَّ وَفَاتَهُ لَخَسَارَةٌ فَادِحَةٌ لَاتُعَوَّضُ»: ئۇنىڭ ۋاپاتى تولدۇرۇۋالغىلى بولمايدىغان ئېغىر يوقىتىشتۇر.

عَوَّقَ يُعَوِّقُ تَعْوِيقًا فُلَانًا عَنْ كَذَا: پالانىنى بۇنىڭدىن توسۇدى.

عَوَّلَ يُعَوِّلُ تَعْوِيلًا: قاتتىق يىغلىدى، ۋارقىراپ يىغلىدى.

عَوَّلَ بِهِ: ئۇنىڭغا ئىشەندى.

عَوَّلَ عَلَى نَفْسِهِ: ئۆزىگە تاياندى.

عَوَّلَ عَلَى كَذَا: شۇنىڭغا بىر قارارغا كەلدى.

عَوَّمَ يُعَوِّمُ تَعْوِيمًا السَّفِينَةَ: كېمىنى سۇغا چۈشۈردى.

عَوَّمَتِ النَّخْلَةُ: خورما بىر يىل بولۇپ، بىر يىل بولمىدى.

عَوَّمَتِ الدَّوْلَةُ عُمْلَتَهَا: دۆلەت ئۆزىنىڭ پۇلىنى چەت ئەل پۇلىغا ئالماشتۇرىدىغان قىلدى.

عَوَّنَ يُعَوِّنُ تَعْوِيْنًا عَلَى الشَّيْءِ: ياردەم قىلدى، قۇتقۇزدى.

عَوَّنَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال ئوتتۇز ياش بولدى.

عَوَّهَ يُعَوِّهُ تَعْوِيْهًا الْإِنْسَانَ: ئىنسانلارغا كېسەل تەگدى، ئاپەت يەتتى، مىيىپ قىلدى.

عَوَّى يُعَوِّي تَعْوِيَةً: قاۋىدى، ھاۋشىدى، ھۇۋلىدى، ۋالاقشىدى.

عَوَّى الْقَوْسَ: يانى ئەگدى.

عَوَّى الرَّجُلَ: رەددىيە بەردى.

عَوَى يَعْوِي عُوَاءً الْكَلْبُ: ئىت قاۋىدى.

عَوَى الذِّئْبُ: بۆرە ھۇۋلىدى.

عُوَيْجَةٌ: قۇناق.

عُوَيْسَةٌ: قەلەمتىراش.

عَوِيْصٌ ج عِوَاصٌ: قىيىن، مۇشكۇل؛ چۈشىنىش تەس.

هَذِهِ مشْكِلَةٌ عَوِيْصَةٌ: بۇ ناھايىتى قىيىن ئىش.

عَوِيْلٌ: قاتتىق يىغلىماق، ۋارقىراپ يىغلىماق.

عُوَيْنَاتٌ: كۆز ئەينەك.

عَيَاءٌ: ئاجىزلىق، ساقايماس كېسەل.

عِيَادٌ: تەكرار، قايتا.

عِيَادَةٌ: كېسەل يوقلىماق.

عِيَادَةٌ ج عِيَادَاتٌ: كېسەل كۆرۈش بۆلۈمى، ئامبولاتورىيە؛ كېسەل كۆرمەك.

فَتَحَ عِيَادَةً جَدِيْدَةً: يېڭى دوختۇرخانا ئاچتى.

عِيَاذٌ: باشپاناھ ئىزدىمەك، پاناھلانماق، پاناھلىق تىلىمەك؛ تايانماق.

عِيَاذ (معاذ) اللهِ أَنْ أَفْعَلَ كَذَا: بۇنداق قىلىشتىن ئاللاھدىن پاناھ تىلەيمەن.

الْعِيَاذُ بِاللهِ: ئاللاھغا سىغىنىپ پاناھ تىلەيمەن.

عِيَارٌ ج عِيَارَاتٌ: ئۆلچەم، قېلىپ.

عِيَارُ الْبُنْدُقِيَّةِ: قورالنىڭ ئېغىز دىئامېترى.

الْعِيَارُ النَّارِيّ: ئوق.

عِيَارُ الذَّهَبِ: پۇلنىڭ ئالتۇن بىرلىكى.

عِيَارُ مِثْقَالٍ: تارازا تېشى؛ تامغا، مۆھۈر.

سَمِعْتُ عِدَّةَ عِيَارَاتٍ نَارِيَّةٍ: بىرقانچە ئوق ئاۋازى ئاڭلاندى.

عِيَاطٌ: شاۋقۇن-سۈرەن، قىيا-چىيا، يىغا-زارە.

عِيَافَةٌ: سۆلەتۋازلىق، ھەشەمەتچىلىك.

عِيَالٌ: كىشىنىڭ ئائىلىسى.

«الْعِيَالِ أَحَدُ الْيَسَارَيْنِ»: بالا-چاقا يېرىم بايلىقتۇر.

هُوَ عِيَالٌ عَلَى غَيْرِهِ: ئۇ باشقىلارغا تايىنىدۇ.

عِيَالَةٌ: (بالا-چاقىسىنى) باقماق، ھالىدىن خەۋەر ئالماق.

عِيَالَةٌ عَلَى غَيْرِهِ: باشقىسىغا تايانماق، يۆلەنمەك.

عَيَامٌ: كۆڭىدۆز.

عِيَانٌ ج عُيُنٌ وَأَعْيَان: ساپاننىڭ ئۇچى؛ ئايان.

بَدَا لِلْعِيَانِ: ئېنىق بولدى، ئوچۇق-ئاشكارا بولدى.

بَادٍ لِلْعِيَانِ: ناھايىتى روشەن، ئوچۇق-ئاشكارا.

شَاهِدُ عِيَانٍ: ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگۈچى.

لَيْسَ الْخَبَرَ كَالْعِيَانِ: ئاڭلىغاندىن كۆرگەن ئەلا.

عِيَانِيٌّ: روشەن، ئېنىق، كۆرۈنۈپ تۇرغان.

عَيْبٌ ج عُيُوبٌ: ئەيىب، كەمچىلىك، نۇقسان، ئىللەت، يېتىشسىزلىك، ئاجىزلىق، چاتاق.

لَيْسَ مِنَ الْعَيْبِ أَنْ تُخْطِئَ مَا دُمْتَ تَعْمَلُ: ئىشلا قىلىدىكەنسەن، خاتالاشقىنىڭ ئەيىب ئەمەس.

عَيْبَةٌ ج عِيَبٌ وَ عِيَابٌ وَ عِيَابَاتٌ: سومكا، خالتا؛ سىر ساقلىغۇچى؛ ئىشەنچلىك.

عَيْثَانٌ م عَيْثَى: ئىسراپخور، بەتخەج؛ بۇزۇقچىلىق قىلغۇچى.

عَيْشَةٌ: تۇز يەر، تۇزلەڭلىك.

عَيْثَمٌ: گوروي، بەستىلىك.

عَيْثِمِيٌّ: قۇلۇن.

عَيْثُومٌ ج عَيَاثِيمُ: سىرتلان، پىل.

عِيدٌ ج أَعْيَادٌ: ھېيت، بايرام.

عِيدٌ سَنَوِيٌّ تِذْكَارِيٌّ: يىللىقنى خاتىرىلەش بايرىمى.

عِيدٌ مِئَوِيٌّ: يۈز يىللىقنى خاتىرىلەش بايرىمى.

عِيدُ الْفِطْرِ الْمُبَارَكُ: روزى ھېيت.

عِيدُ الْأَضْحَى: قۇربان ھېيت.

عِيدُ الْمِيْلَادِ: مىلاد بايرىمى.

عِيدٌ مُبَارَكٌ عَلَيْكَ: ھېيتىڭىزغا مۇبارەك.

عِيدُ رَأْسِ السَّنَةِ: يېڭى يىل بايرىمى.

عِيدُ الْمَوْلِدِ النَّبَوِيِّ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلغانلىقىنى خاتىرىلەش.

عَيْدَانَةٌ ج عَيْدَانٌ: ئېگىز چىلان دەرىخى.

عِيدِيَّةٌ ج عِيدِيَّاتٌ: ھېيتلىق، بايراملىق؛ ھېيتلىق سوۋغا.

عِيدِيَّةُ رَأْسِ السَّنَةِ: يېڭى يىل بايرىمى سوۋغىسى.

عَيْرٌ ج عُيُورٌ وَ أَعْيَارٌ وَ عيار م عَيْرَةٌ: قۇلان.

عِيرٌ ج عِيرَاتٌ: كارۋان.

لَيْسَ فِي الْعِيرِ وَلَا فِي النَّفِيرِ: ھېچنېمىدە يوق، قولىدىن ئىش كەلمەيدىغان، قاتاردا يوق.

﴿أَذَّنَ مُؤَذِّنٌ أَيَّتُهَا الْعِيرُ إِنَّكُمْ لَسَارِقُونَ﴾ «قرآن»: بىر جاكارچى چىقىپ: «ئى كارۋانلار! سىلەر چوقۇم ئوغرى ئىكەنسىلەر» دەپ توۋلىدى.

عِيرَةٌ: ئارىيەت ئېلىنغان نەرسە، قەرز ئېلىنغان نەرسە.

عِيرَةُ أَسْنَانٍ: سۈنئىي چىش.

عِيرَةُ شَعْرٍ: سەپلىمە چاچ.

عَيْسَاءُ ج عِيسٌ: نەسىللىك تۆگە.

عِيسَوِيٌّ: خرىستىئان دىنىغا ئېتىقاد قىلغۇچى.

عَيْشٌ: تۇرمۇش، ياشاش، ھايات؛ يېمەكلىك، تاماق.

«اَللّٰهُمَّ لَا عَيْشَ إِلَّا عَيْشُ الْآخِرَةِ»: ئى ئاللاھ، پەقەت ئاخىرەتنىڭ تۇرمۇشىلا ھەقىقىي تۇرمۇشتۇر.

عَيْشُ الْكَفَافِ: غورىگىل تۇرمۇش.

عَيْشٌ رَغِيدٌ: پاراۋان تۇرمۇش.

عِيشَةٌ: تۇرمۇش ئەھۋالى.

عِيشَةٌ رَاضِيَةٌ: پاراۋان تۇرمۇش، كۆڭۈللۈك تۇرمۇش.

﴿فَهُوَ فِي عِيشَةٍ رَاضِيَةٍ فِي جَنَّةٍ عَالِيَةٍ﴾ «قرآن»: ئۇ كۆڭۈللۈك تۇرمۇشتا بولىدۇ، ئېسىل جەننەتتە بولىدۇ.

عِيشَةٌ كَرِيمَةٌ: ئېسىل تۇرمۇش.

عِيشَةُ حِرْمَانٍ: يوقسۇزلۇق تۇرمۇش.

عَيْفٌ: بىزار بولماق، نەپرەتلەنمەك، يىرگەنمەك.

عَيْفَانٌ: بىزار بولغۇچى، نەپرەتلەنگۈچى.

عَيْقَةٌ ج عَيْقَاتٌ: بوش يەر، دېڭىز بويى.

عَيْلٌ: ئادالەتسىزلىك، تەكەببۇرلۇق؛ خاتالىق؛ زۇلۇم.

عَيْلَةٌ: ئائىلە، بالا ـ چاقا؛ پېقىرلىق، موھتاجلىق.

اِبْنُ عَيْلَةٍ: ياخشى ئائىلىدىن كېلىپ چىققان.

رَبُّ عَيْلَةٍ: ئائىلە باشلىقى.

﴿وَإِنْ خِفْتُمْ عَيْلَةً فَسَوْفَ يُغْنِيكُمُ اللهُ مِنْ فَضْلِهِ إِنْ شَاءَ﴾ «قرآن»: ئەگەر سىلەر پېقىرلىقتىن قورقساڭلار، ئاللاھ خالىسا ئۆز پەزلى بىلەن سىلەرنى باي قىلىدۇ.

عَيْمَانُ م عَيْمَى ج عِيَامٌ وَ عَيَامَى: سۈتكە تەشنا بولغۇچى.

عَيِنَ يَعْيَنُ عَيَنًا وَ عِيْنَةً الرَّجُلُ: كۆزى قارا ھەم چوڭ بولدى، ئاھۇ كۆز بولدى.

عَيْنٌ ج عُيُونٌ وَ أَعْيُنٌ وَ أَعْيَانٌ: بۇلاق؛ كۆز؛ ئىشپىيون، جاسۇس، رازۋېدكىچى؛ تۆشۈك؛ تور، خىل؛ كۆمۈش.

عَلَى مَدَى الْعَيْنِ: كۆز يەتكۈدەك ئارىلىقتا.

بِأُمِّ الْعَيْنِ: ئۆز كۆزى بىلەن كۆرۈپ.

﴿وَفَجَّرْنَا الْأَرْضَ عُيُونًا﴾ «قۇرئان»: زېمىنــدىن بۇلاقلارنى ئېتىلدۇرۇپ چىقاردۇق.

يَا عَيْنَ الْعَمِّ: سۆيۈملۈك، قەدىرلىك.

عَيْنُ الْجَمَلِ: ياڭاق.

عَيْنُ سَمَكَةٍ: قاداق.

عَيْنٌ مُجَرَّدَةٌ: ئاددىي كۆز.

عَيْنٌ لَامَّةٌ: يامان كۆز.

شَاهِدُ عَيْنٍ: ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگۈچى، گۇۋاھچى.

صَدِيقُ عَيْنٍ: داستىخان ئۈستىدىكى دوست، يالغان دوست.

نَظَرَ بِأَلْفِ عَيْنٍ: پۈتۈنلەي بېرىلىپ كەتتى.

مَا لِدَارٍ عَيْنٌ: ئۆيدە ھېچكىم يوق.

عَيْنُ شَبَكَةٍ: تور تۆشۈكى.

عَيْنُ الْقَنْطَرَةِ: كۆۋرۈك ئارىشى.

عَيْنُ الشَّيْءِ: نەرسىنىڭ ياخشىسى، مېغىزى؛ دەل ئۆزى.

طَلَبَ أَثَرًا بَعْدَ عَيْنٍ: مېغىزنى تاشلاپ، شاكىلىغا ئېسىلىۋالدى.

فِي طُرْفَةِ عَيْنِهِ: ناھايىتى تېزلىك بىلەن.

قَرَّتْ عَيْنُهُ: خۇشاللاندى.

فَهُوَ قَرِيرُ الْعَيْنِ: ئۇ خۇشال.

كَانَتْ عَيْنًا لِدَوْلَةٍ أَجْنَبِيَّةٍ: چەت دۆلەتنىڭ جاسۇسى بولدى.

هَذِهِ الْقَصِيدَةُ مِنْ عُيُونِ الشِّعْرِ: بۇ قەسىدە ئەڭ ياخشى شېئىرلاردىندۇر.

«عُدْنَا إِلَى عَيْنِ الْمَكَانِ الَّذِي كُنَّا فِيهِ»: ئۆز جايىمىزغا قايتىپ كەلدۇق.

جَاءَ الْقَوْمُ أَعْيُنُهُمْ: قوۋمنىڭ كاتتىلىرى كەلدى.

بِعْتُهُ عَيْنًا بِعَيْنٍ: ئۇنى باشمۇباش تېگىشتىم.

أَصْبَحَ أَثَرًا بَعْدَ عَيْنٍ: غايىب بولدى.

فَرْضُ عَيْنٍ: ھەر ئادەم ئۆزى قىلمىسا بولمايدىغان پەرز.

لَهُ عَيْنَانِ كَعَيْنَيِ الصَّقْرِ: ئۇنىڭ قارچىغىنىڭكىدەك كۆزى بار.

سَقَطَ مِنْ عَيْنِهِ: ھۆرمىتىنى يوقاتتى، نەزىرىدىن چۈشۈپ كەتتى.

عَيْنٌ ج أَعْيَانٌ: باشلىق، رەھبەر، بۇلاق، سۇ مەنبەسى، مېتال پۇل، ئۆزى، نەق.

عَيْنُ الشَّمْسِ: قۇياش نۇرى.

عَيْنًا: بىردەك، بىر خىل، ئەينەن.

هَؤُلَاءِ هُمْ أَعْيَانُ الْبَلَدِ: ئۇلار يۇرتنىڭ چوڭلىرى.

مَجْلِسُ الْأَعْيَانِ: ئالىي دۆلەت ئورگىنى، ئالىي پالاتا.

كَانَ عُضْوًا فِي مَجْلِسِ الْأَعْيَانِ: ئالىي پالاتانىڭ ئەزاسى ئىدى.

عَيْنَاءُ ج عِينٌ: كۆزەل سۆز، ياۋا كالا.

﴿وَعِنْدَهُمْ قَاصِرَاتُ الطَّرْفِ عِينٌ﴾ «قۇرئان»: ئۇلارنىڭ يېنىدا ئەرلىرىدىن باشقىغا كۆز سالمايدىغان شەھلا كۆزلۈك (جۈپتىلەر) بولىدۇ.

عِينَةٌ ج عِيَنَاتٌ: نەرسىنىڭ ياخشىسى.

إِسْتَوْلَى اللُّصُوصُ عَلَى عِيْنَةِ بَضَائِعِهِمْ: ئوغرىلار ئۇلارنىڭ ماللىرىنىڭ ياخشىسىنى ئوغرىلىۋالدى.

عَيْنِيٌّ: كۆزنىڭ، تۇراقلىق، ماددىي.

حَقٌّ عَيْنِيٌّ: ماددىي ھوقۇق.

مِلْكٌ عَيْنِيٌّ: كۆچمەس مۈلۈك.

الْمُقَايَضَةُ الْعَيْنِيَّةُ: تاۋار ئالماشتۇرۇش، ئالماشتۇرۇش سودىسى.

أَمْوَالٌ عَيْنِيَّةٌ: كۆچمە مۈلۈك.

عَيُوفٌ: بىزار قىلغۇچى، نەپرەتلەندۈرگۈچى؛ قوش بىلەن پال باققۇچى.

عَيُونٌ ج عِيْنٌ وَ عُيُنٌ: كۆزى ئاغرىپ قالغان.

عَيِيَ يَعْيَى عَيًّا فِي الْكَلَامِ: دۇدۇقلاپ سۆزلىدى، گەپ قىلالمىدى.

عَيِيَ بِأَمْرِهِ: ئىشقا ئاجىز كەلدى.

عَيِيَ يَعْيَى عَيًّا وَ عَيَاءً بِأَمْرِهِ: ئۆز ئىشىغا ئاجىز كەلدى، كۈچى يەتمىدى؛ ئاغرىپ قالدى.

﴿أَفَعَيِينَا بِالْخَلْقِ الْأَوَّلِ بَلْ هُمْ فِي لَبْسٍ مِنْ خَلْقٍ جَدِيدٍ﴾ «قرآن»: (ئى ئىنسانلار) دەسلەپ يارىتىشتا ئاجىز كەلدۇقمۇ؟ ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، ئۇلار يېڭىدىن يارىتىلىشقا قارىتا گۇماندىدۇر.

عَيِّيَ الْأَمْرَ: ئىشنى بىلمىدى.

عَيَّ يَعَيّ عَيًّا وَ عَيَاءً: ئاجىز كەلدى.

عَيِّ . عَيَّاءُ: ئاجىزلىق، ئىقتىدارسىزلىق، مۇجمەل گەپ قىلىدىغان.

دَاءٌ عَيَّاءُ: ساقايماس كېسەل.

كَانَ بَاقِلٌ عَيًّا وَ كَانَ قُسٌّ فَصِيحًا: باقىل گېپىنى ئۇقتۇرالمايتتى، قۇس پاساھەتلىك سۆزلەيتتى.

عَيَّابٌ ج عَيَّابُونَ م عَيَّابَةٌ ج عَيَّابَاتٌ: ئەيىبلىگۈچى، كايىغۇچى.

لَا تَكُنْ عَيَّابًا: قوسۇر ئىزدىگۈچىلەردىن بولما.

عَيَّارٌ ج عَيَّارُونَ: تولا يول يۈرگۈچى؛ شوك-تەتۈر ماڭغۇچى، لاغايلاپ يۈرگۈچى؛ يولۋاس.

عَيَّاشٌ: يېمەكلىك ساتقۇچى، تۇرمۇشى چېچىلاڭغۇ.

عَيَّاطٌ: شاۋقۇن سالغۇچى، ۋارقىرىغۇچى.

عَيَّانٌ م عَيًّا ج عَيَايَا: ھارغۇچى، چارچىغۇچى، ھالسىزلانغۇچى، ئاجىز، ئىقتىدارسىز، كۆزى يامان؛ كېسەل.

عَيَّبَ يُعَيِّبُ تَعْيِيبًا: ئەيىبلىدى، سۆكتى، زىيان يەتكۈزدى، پاراكەندە قىلدى، ۋەيران قىلدى.

عَيَّثَ يُعَيِّثُ تَعْيِيثًا: تەكشۈردى، ئىزدەندى.

عَيَّدَ يُعَيِّدُ تَعْيِيدًا الْعِيدَ: بايرامنى تەبرىكلىدى.

عَيَّرَ يُعَيِّرُ تَعْيِيرًا الشَّخْصَ: كەمسىتتى، سەتلىدى.

عَيَّرَهُ بِالْجَهْلِ: ئۇنى نادان، ئەخمەق دەپ ئەيىبلىدى.

عَيَّشَ يُعَيِّشُ تَعْيِيشًا ـ هُ: ئۇنى تىرىكچىلىك قىلدۇردى.

عَيَّشَ فُلَانًا: پالاننى باقتى، ھالىدىن خەۋەر ئالدى.

عَيَّطَ يُعَيِّطُ تَعْيِيطًا: توۋلىدى، ۋارقىرىدى.

عَيَّقَ يُعَيِّقُ تَعْيِيقًا فِي صَوْتِهِ: ئاۋاز چىقاردى، توۋلىدى.

عَيَّلَ يُعَيِّلُ تَعْيِيلًا الرَّجُلُ: ئائىلىدە جان سانى كۆپەيدى.

عَيَّلَ عِيَالَهُ: ئائىلىسىنى باقتى، خەۋەر ئالدى.

عَيِّلٌ ج عَيَائِلُ وَ عِيَالٌ وَ عَالَةٌ: بالا، پەرزەنت.

عَيِّلُ الرَّجُلِ ج عِيَالٌ: كىشىنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرى، بالا-چاقا.

عَيَّنَ يُعَيِّنُ تَعْيِينًا: تەيىنلىدى، بەلگىلىدى.

عَيَّنَ الشَّيْءَ لِفُلَانٍ: نەرسىنى پالانىغا بەلگىلەپ بەردى.

عَيَّنَ الشَّخْصَ فِي وَظِيفَةٍ: كىشىنى ۋەزىپىگە قويدى.

عَيَّنَ اللُّؤْلُؤَةَ: مەرۋايىتقا تۆشۈك ئاچتى.

عَيَّنَ السَّبَبَ: سەۋەب كۆرسەتتى.

عَيَّنَهُ وَرِيثًا لَهُ: ئۇنى مىراسخورلۇققا بېكىتتى.

«عَيَّنَتْ لَهُ الْحُكُومَةُ مَبْلَغًا مِنَ الْمَالِ كُلَّ شَهْرٍ»: ھۆكۈمەت ئۇنىڭ ھەر ئېيىغا مۇئەييەن پۇل بېرىشنى بېكىتتى.

عَيِّنٌ: يىغلاڭغۇ، ئاسان يىغلايدىغان.

عُيَيْنَةٌ: كىچىك كۆز، كىچىك تۆشۈك.

عُيَيْنَةٌ ج عُيَيْنَاتٌ: ئەۋرىشكە، كۆرگەزمە، ئۈلگە.

هَذِهِ عُيَيْنَةٌ مِنَ الْبِضَاعَةِ الَّتِي سَنَشْتَرِيهَا: بــۇ بـىـز سېتىۋالماقچى بولغان مالنىڭ ئەۋرىشكىسى.

عَيَّهَ يُعَيِّهُ تَعْيِيهًا بِالرَّجُلِ: تووۇلىدى، چاقىردى.

عَيُّوقٌ: قۇرۇق سۆلەت، بەگزادە، بايۋەچچە.

عَيِيٌّ ج أَعْيِيَاءُ: ئاجىز، ئىقتىدارسىز.

# غ

‹غ› (غـين) ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ 19 ـ ھەرپى بولۇپ، ئەبجەد ھېسابىدا «1000»نى كۆرسىتىدۇ.

غَابَ يَغِيبُ غَيْبًا وَ غَيْبَةً وَ غِيَابًا: يوقالدى، غايىب بولدى.

غَابَ الشَّمْسُ: كۈن ئولتۇردى، كۈن پاتتى.

غَابَ فُلَانٌ عَنْ فُلَانٍ: پالانى پالانىدىن يىراقلاشتى.

غَابَ فُلَانٌ: پالانى كەلمىدى.

غَابَ عَنْ بِلَادِهِ: سەپەر قىلدى، سەپەرگە چىقىپ كەتتى.

غَابَ عَنِ الرُّشْدِ: ھوشىدىن كەتتى.

غَابَ عَنِ الْبَالِ: ئۇنتۇلۇپ كەتتى، ئېسىدىن كۆتۈرۈلۈپ كەتتى.

«غَابَ عَنْ ذَاكِرَتِي أَنَّنَا إِلْتَقَيْنَا مِنْ قَبْلُ»: ئىلگىرى ئۇچراشقانلىقىمىز ئېسىمدىن كۆتۈرۈلۈپ قاپتۇ.

غَابَ يَغِيبُ غِيبَةً: پالانىنى ئەيىبلىدى، غەيۋەتىنى قىلدى.

غَابَةٌ ج غَابٌ وَ غَابَاتٌ: ئورمانلىق، دەرەخزارلىق.

إِنْسَانُ الْغَابَةِ: ئورانگوتان.

غَابَةٌ هِنْدِيٌّ: بامبۇكزارلىق.

غَابَاتُ مَصَدَّاتِ الرِّيَاحِ: بوراندىن مۇداپىئەلىنىش ئورمىنى.

زِرَاعَةُ الْغَابَاتِ: ئورمان بىنا قىلماق.

نِظَامُ الْغَابَاتِ: ئورمانچىلىق تۈزۈمى.

تَعِيشُ الْحَيَوَانَاتُ الْمُفْتَرِسَةُ فِي الْغَابَةِ: يىرتقۇچ ھايۋاناتلار ئورمانلىقتا ياشايدۇ.

غَابِرٌ ج غُبَّرٌ وَ غَابِرُونَ: ئۆتكەن، ئۆتۈپ كەتكەن.

فِي الْعَهْدِ الْغَابِرِ: قەدىمكى دەۋردە، ئۆتكەن زاماندا.

﴿فَأَنْجَيْنَاهُ وَأَهْلَهُ إِلاَّ امْرَأَتَهُ كَانَتْ مِنَ الْغَابِرِيْنَ﴾ ‹قرآن›: لۇتنى، ئۇنىڭ خوتۇنىدىن باشقا تەۋەلىرىنى قۇتقۇزدۇق، پەقەت خوتۇنىلا ھالاك بولغۇچىلاردىن بولدى.

اَلْأَزْمَانُ الْغَابِرَةُ: قەدىمكى زامان، ئۆتكەن زامان.

«حَدَثَ ذَالِكَ فِي الْأَزْمَانِ الْغَابِرَةِ»: بۇ ئۆتكەن زاماندا يۈز بەرگەن.

غَابِشٌ: ئالدامچى، زالىم.

غَابِنٌ: ھورۇن، بوشاڭ.

غَابِيٌّ: ئورمانلىق، ئورمانلىقنىڭ.

غَاثَ يَغُوثُ غَوْثًا غِيَرَةً: ياردەم قىلدى، ئىئانە قىلدى.

غَاثَ يَغِيْثُ غَيْثًا وَ غِيَاثًا اللهُ الْمَكَانَ: ئاللاھ جايغا يامغۇر ياغدۇردى.

«فَادْعُ اللهَ يَغِيثُنَا»: دۇئا قىلغىنكى، ئاللاھ بىزگە يامغۇر ياغدۇرۇپ بەرسۇن.

غَاثِرٌ: قويۇق.

غَاجَ يَغُوجُ غَوْجًا فِي مَشْيِهِ: غىلجىڭلاپ ماڭدى، ئايىناقشىپ ماڭدى.

غَادَةٌ ج غَادَاتٌ: نازىنىن، كېلىشكەن ئايال.

غَادَرَ يُغَادِرُ مُغَادَرَةً — هـ: ئۇنى تاشلىۋەتتى، قالدۇرۇۋەتتى، قالدۇرۇپ قويدى، ئايرىلدى.

غَادَرَ بَكِيْنَ إِلَي الْقَاهِرَةِ: ئۇنى بېيجىڭدا قالدۇرۇپ، قاھىرەگە كەتتى.

﴿لاَ يُغَادِرُ صَغِيْرَةً وَ لاَ كَبِيْرَةً إِلَّا أَحْصَاهَا وَوَجَدُوا مَا عَمِلُوا حَاضِرًا﴾ ‹قرآن›: ئۇلار قىلغان ـ ئەتكەنلىرىنىڭ ھەممىسىنىڭ نامە ـ ئەمالغا

خاتىرىلەنگەنلىكىنى كۆرىدۇ.

غَادَرَ الْمَطَارَ: ئايرودرومدىن ئايرىلدى.

لَمْ أُغَادِرْ هَذَا الْمَكَانَ أَبَدًا: بۇ جايدىن ھەرگىز ئايرىلغىنىم يوق.

«أَرْجُو أَلاَّ تُغَادِرَ مَكْتَبَكَ قَبْلَ السَّاعَةِ الْخَامِسَةِ»: سائەت بەشتىن بۇرۇن ئىشخاناڭدىن ئايرىلماسلىقىڭنى ئۈمىد قىلىمەن.

غَادِرٌ ج غَادِرُونَ وَ غَدَرَةٌ وَ غُدَّارٌ م غَادِرَةٌ ج غَادِرَاتٌ وَ غَوَادِرُ: خائىن، قارا يۈز، خىيانەتكار، ئاسىي.

«اَلذِّئْبُ حَيَوَانٌ غَادِرٌ»: بۆرە قارا يۈز ھايۋان.

«هُمْ غَدَرَةٌ وَلاَ وَفَاءَ لَهُمْ»: ئۇلار ۋاپاسىز ساختىپەزلەردۇر.

غَادَفَ يُغَادِفُ مُغَادَفَةً الْقَوْمَ: قوۋم باياشات ياشاشتى.

غَادِفٌ: كېمىچى، ماتروس.

غَادُوفٌ ج غَوَادِيفُ: پالاق.

غَادَى يُغَادِي مُغَادَاةً الرَّجُلَ: كىشىنى ئەتىگەندە يوقلاپ باردى.

غَادٍ (الْغَادِي): ئەتىگەندە بارغۇچى، سەھەردە بارغۇچى.

كُلُّ رَائِحٍ وَ غَادٍ: كېلىپ-كېتىپ تۇرغۇچىلار.

غَادِيَةٌ ج غَادِيَاتٌ وَ غَوَادٍ: ئەتىگەندىكى بۇلۇت.

غَارَ يَغُورُ غَوْرًا وَ غُؤُورًا الْمَاءُ: سۇ سىڭىپ كەتتى.

غَارَتِ الشَّمْسُ: كۈن ئولتۇردى، كۈن پاتتى.

غَارَتْ عَيْنُهُ: كۆزى ئولتۇرۇشۇپ كەتتى.

غَارَ يَغَارُ غِيرَةً الرَّجُلُ إِمْرَأَتَهُ عَنْ فُلاَنٍ: كىشى ئايالىنى كۈنلىدى.

غَارٌ ج أَغْوَارٌ وَ غِيرَانٌ: ئۆڭكۈر، غار، كامار.

﴿إِذْ أَخْرَجَهُ الَّذِينَ كَفَرُوا ثَانِيَ اثْنَيْنِ إِذْ هُمَا فِي الْغَارِ﴾ «قرآن»: ئۇ ۋاقىتتا كاپىرلار ئۇنى ھەيدەپ چىقارغانىدى. ئۇنىڭغا پەقەت بىر كىشى ھەمراھ ئىدى. ئەينى زاماندا ئۇ ئىككىسى غاردا ئىدى.

غَارِبٌ ج غَوَارِبُ: نەرسىنىڭ ئەڭ يۇقىرى قىسمى؛ مۆرە، دولا.

غَارِبُ الْحِصَانِ: ئات يالى.

غَوَارِبُ الْبَحْرِ: دېڭىز دولقۇنلىرى.

«تَقَعُ الْمَسْؤُولِيَّةُ عَلَى غَارِبِكَ»: مەسئۇلىيەت سېنىڭ ئۈستۈڭدە.

أَلْقَى حَبْلَ الشَّخْصِ عَلَى غَارِبِهِ: ئۆز مەيلىگە قويۇۋەتتى.

غَارَةٌ ج غَارَاتٌ: ھۇجۇم قىلماق، باستۇرۇپ كىرمەك، تاجاۋۇز قىلىپ كىرمەك.

غَارَةٌ جَوِّيَّةٌ: ھاۋا ھۇجۇمى.

غَارَةُ الْجَرَادِ: چېكەتكە ئاپىتى.

شَنَّ الْغَارَةَ عَلَيْهِمْ: ئۇلارغا قورشاپ ھۇجۇم قىلدى.

«بَدَأَتِ الْغَارَةُ فَانْطَلَقَتْ صَفَّارَاتُ الْإِنْذَارِ»: ھاۋا ھۇجۇمى باشلىنىۋىدى، ئاگاھلاندۇرۇش سىگنالى چېلىندى.

غَارِثٌ: ئاچ، ئاچ قورساق ئادەم.

غَارٌّ: ساختا، يالغان، ياسالما.

غَارِقٌ: غەرق بولغۇچى، چۆكۈپ كەتكۈچى.

تَاجِرٌ غَارِقٌ فِي الدَّيْنِ: قەرزگە بوغۇلۇپ كەتكەن سودىگەر.

رَجُلٌ غَارِقٌ فِي أَفْكَارِهِ: چوڭقۇر پىكىرلىك ئادەم.

غَارِمٌ ج غَارِمُونَ وَ غُرَّامٌ: كېپىللىك قىلغۇچى، قەرزدار.

﴿وَ فِي الرِّقَابِ وَالْغَارِمِينَ﴾ «قرآن»: زاكات ... قۇللارنى ئازاد قىلىشقا، قەرزدارلارغا بېرىلىدۇ.

«اَلدَّيْنُ مَقْضِيٌّ وَالزَّعِيمُ غَارِمٌ» «حديث»: قەرز تۆلىنىشى كېرەك. رەھبەر كېپىل بولغۇچىدۇر.

غَازَ يَغُوزُ غَوْزًا: ئۇنىڭغا قاراپ ماڭدى، ئۇنى ئىرادە قىلىپ ماڭدى.

غَازٌ ج غَازَاتٌ: گاز، يەل.

غَازٌ طَبِيْعِيٌ: تەبىئىي گاز.

غَازٌ سَامٌّ: زەھەرلىك گاز.

غَازَاتٌ مُسِيْلَةٌ لِلدَّمُوْعِ: ياش ئاققۇزغۇچى ۋاسىتە گازى.

غَازُ الْمُسْتَنْقَعَاتِ: پاتقاق گازى.

غَازٌ مُدَاخِنٌ: ئىسلىق گاز.

«حَوَّلَ الْحَرَارَةُ الْعَالِيَةُ السَّائِلَ إِلَى غَازٍ»: يۇقىرى تېمپېراتۇرا سۇيۇقلۇقنى پارغا ئايلاندۇرۇۋەتتى.

«تَحْرِيْمُ إِسْتِعْمَالِ الْغَازَاتِ السَّامَّةِ فِي الْحُرُوبِ»: ئۇرۇشتا زەھەرلىك گاز ئىشلىتىشنى چەكلەش.

غَازَرَ يُغَازِرُ مُغَازَرَةً: كۆپلەپ نەرسە ئۆندۈرۈۋېلىش ئۈچۈن بىرنەرسە بەردى.

غَازَّ يُغَازُّ مُغَازَّةً: دەتالاش قىلدى.

غَازَلَ يُغَازِلُ مُغَازَلَةً الْمَرْأَةَ: ئايالغا دوستلۇق ئىزھار قىلدى، چاقچاق قىلدى.

غَازٍ (الْغَازِي) ج غُزَاةٌ وَ غُزَّاءٌ وَ غُزًّى: تاجاۋۇزچى، بويسۇندۇرغۇچى، غازات قىلغۇچى، باسقۇنچى، باسمىچى.

صَدَّ شَعْبُنَا جَمِيْعَ الْغُزَاةِ: خەلقىمىز بارلىق باسقۇنچىلارنى چېكىندۈردى.

﴿أَوْ كَانُوا غُزًّى لَوْ كَانُوا عِنْدَنَا مَا مَاتُوا﴾ «قرآن»: كاپىرلار غازاتقا چىققان قېرىنداشلىرى ھەققىدە: «ئۇلار بىزنىڭ يېنىمىزدا بولغان بولسا ئۆلمەيتتى»، دېگەن.

غَازُوْزَةٌ: گازلىق سۇ، مىنېرال سۇ.

غَازِيَةٌ ج غَوَازٍ وَ غَازِيَاتٌ: ئۇسسۇلچى ئايال، ئايال ئارتىست.

غَازِيٌّ: گازلىق.

مَاءٌ غَازِيٌّ: گازلىق سۇ.

غَاسِقٌ: قاراڭغۇ كېچە، زۇلمەت، قاراڭغۇ.

﴿وَمِنْ شَرِّ غَاسِقٍ إِذَا وَقَبَ﴾ «قرآن»: قاراڭغۇلۇقى بىلەن كىرگەن كېچىنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن.

غَاسُولٌ: سوپۇن.

غَاشِمٌ: زالىم، زومىگەر، ۋەھشىي، بۇلاڭچى.

هَذَا حَاكِمٌ غَاشِمٌ: بۇ زالىم ھۆكۈمران.

غَاشِيَةٌ ج غَوَاشٍ: بۆرەك قېپى؛ ئاپەت، ھادىسە، قىيامەت؛ دوزاخ؛ غىلاپ.

﴿هَلْ أَتَاكَ حَدِيْثُ الْغَاشِيَةِ﴾ «قرآن»: (ئى مۇھەممەد) ساڭا ھەقىقەتەن قىيامەتنىڭ خەۋىرى كەلدىمۇ؟

غَاصَ يَغُوصُ غَوْصًا وَ غِيَاصًا وَ مَغَاصًا الرَّجُلُ فِي الْمَاءِ: كىشى سۇغا چۆشتى، چۆكتى.

غَاصَ عَلَى كَذَا: تەتقىق قىلدى، ئىنچىكىلەپ تەكشۈردى.

غَاصَ فِي الْمَنْجَمِ: كانغا چۈشتى.

﴿وَمِنَ الشَّيْطَانِ مَنْ يَغُوصُونَ لَهُ﴾ «قرآن»: سۇلايمانغا يەنە بىر قىسىم شەيتانلارنى مۇسەخخەر قىلىپ بەردۇق. ئۇلار دېڭىزلارغا چۆكۈپ ئۇنىڭغا ئۈنچە-مارجان (گۆھەرلەرنى) سۈزۈپ چىقاتتى.

«يَغُوصُ الْغَوَّاصُ بَحْثًا عَنِ اللُّؤْلُؤِ»: غەۋۋاس مەرۋايىت ئىزدەپ سۇغا شۇڭغۇيدۇ.

غَاصَ فِي الْمَوْضُوْعِ: تېمىدا چوڭقۇر ئىزدەندى.

غَاصَبَ يُغَاصِبُ مُغَاصَبَةً فُلَانًا: ئۆزئارا بۇلاڭ-تالاڭ قىلىشتى.

غَاصِبٌ ج غَاصِبُونَ وَ غُصَّابٌ: بۇلاڭچى، قاراقچى.

غَاصٌّ: قىستاڭچىلىق، تىقىنچىلىق.

غَاصٌّ بِالسُّكَّانِ: ئاھالىسى زىچ.

غَاضَ يَغِيْضُ غَيْضًا وَ مَغَاضًا وَ مَغِيْضًا الْمَاءُ: سۇ سىڭىپ كەتتى؛ يوقالدى.

غَاضَ ثَمَنُ السِّلْعَةِ: مال باھاسى چۈشۈپ كەتتى.

﴿وَغِيضَ الْمَاءُ وَقُضِيَ الأَمْرُ﴾ ‹قرآن›: سۇ سوغۇلدى، ئاللاھنىڭ ھۆكۈمى ئىجرا قىلىندى.

غَاضَبَ يُغَاضِبُ مُغَاضَبَةً: ئىككى تەرەپ ئاچچىقلىشىپ قالدى، چاپان سىلىشتى.

غَاضِبٌ: غەزەپلەنگۈچى، تېرىككەك، چۇس، سەپرا مىجەز.

غَاضِفٌ: خاتىرجەم، باياشات.

غَاضَنَ يُغَاضِنُ مُغَاضَنَةً الْمَرْأَةَ: ئايالغا قاش ئاتتى، كۆز تاشلىدى.

غَاضٍ م غَاضِيَةٌ ج غُضَاةٌ: يۇلغۇننى يېگۈچى.

لَيْلَةٌ غَاضِيَةٌ: قاپقاراڭغۇ كېچە.

نَارٌ غَاضِيَةٌ: يالقۇنجاپ كۆيۈۋاتقان ئوت.

غَاطَ يَغُوطُ غَوْطًا فِي الشَّيْءِ: چۆكۈپ كەتتى، پېتىپ كەتتى.

غَاطَتِ الأَقْدَامُ فِي الرَّمْلِ: پۇتلار قۇمغا پېتىپ قالدى.

غَاطَ الْمَاءُ فِي الأَرْضِ: سۇ يەرگە سىڭىپ كەتتى.

غَاطَ يَغِيطُ غَيْطًا فِي الْوَادِي: جىلغا ئىچىگە كىردى.

غَاطَ فِي الْمَاءِ: سۇغا شۇڭغۇدى.

غَاطٌ ج أَغْوَاطٌ وغيطَان: ئويمان يەر، چوڭقۇرلۇق، ئازگال؛ كىشىلەر توپى.

غَاطَسَ يُغَاطِسُ مُغَاطَسَةً فُلاَنًا: چۆمۈلۈشتە پالانى بىلەن بەسلەشتى.

غَاطِسٌ ج غَوَاطِسُ: قاراڭغۇ.

لَيْلٌ غَاطِسٌ: قاراڭغۇ كېچە.

اَلْغَاطِسُ مِنَ السَّفِينَةِ: پاراخوتنىڭ سۇ تېگىدە تۇرۇش ئورنى.

غَاطٍ م غَاطِيَةٌ: بولۇق دەرەخ، بۈك-باراقسان دەرەخ.

غَاظَ يَغِيظُ غَيْظًا: ئاچچىقىنى كەلتۈردى، جىلە قىلدى، خاپا قىلدى، ئوغىسىنى قايناتتى.

﴿كَزَرْعٍ أَخْرَجَ شَطْأَهُ فَآزَرَهُ فَاسْتَغْلَظَ فَاسْتَوَى عَلَى سُوقِهِ يُعْجِبُ الزُّرَّاعَ لِيَغِيظَ بِهِمُ الْكُفَّارَ﴾ ‹قرآن›: (ئۇلار) شاخ چىقارغان، كۈچىنىپ چوڭايغان، ئاندىن ئۆز غولى بىلەن ئۆرە تۇرغان، بولۇقلۇقى ۋە كۆركەم كۆرۈنۈشى بىلەن دېھقانلارنى مەمنۇن قىلغان بىر زىرائەتكە ئوخشايدۇ.

غَاغَةٌ: پەسكەش، رەزىل، كالاكېسەر، جەمئىيەت داشقاللىرى.

غَافِرٌ ج غَافِرُونَ وَ غَفَرَةٌ: كەچۈرگۈچى، ئەپۇ قىلغۇچى، كەڭچىلىك قىلغۇچى.

﴿غَافِرِ الذَّنْبِ وَ قَابِلِ التَّوْبِ﴾ ‹قرآن›: (ئاللاھ) گۇناھنى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، تەۋبىنى قوبۇل قىلغۇچىدۇر.

غَافَصَ يُغَافِصُ مُغَافَصَةً: ئۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قىلدى.

غَافِلٌ ج غَافِلُونَ وَ غُفُولٌ وَ غُفَّلٌ م غَافِلَةٌ ج غَافِلاَتٌ وَ غَوَافِلُ: غاپىل، بىپەرۋا، غەپلەتتە قالغۇچى.

﴿وَلاَ تَحْسَبَنَّ اللهَ غَافِلاً عَمَّا يَعْمَلُ الظَّالِمُونَ﴾ ‹قرآن›: زالىملارنىڭ قىلمىشلىرىدىن ئاللاھنى بىخەۋەر دەپ ئويلىمىغىن.

غَاقٌ: ئۆردەك.

غَالَ يَغُولُ غَوْلاً: يوقاتتى، ھالاك قىلدى، كۈتمىگەن يەردىن تۇتتى.

غَالَ يَغِيلُ غَيْلاً: ھالاك قىلدى، بىرەر يامانلىق يېتىپ قالدى.

غَالَ الشَّيْءَ: نەرسىنى ئوغرىلىدى.

غَالَ يَغِيلُ غِيَالاً وَ غِيَالَةً وَ غُؤُولاً الشَّيْءَ: نەرسىنى ئوغرىلىدى.

غَالَتِ الْمَرْأَةُ وَلَدَهَا: ئايال بالىسىنى ئېمىتتى.

غَالَبَ يُغَالِبُ مُغَالَبَةً: غەلىبە قىلدى؛ كۈرەش قىلىشتى، رىقابەتلەشتى، غەلىبە قىلىشقا ئۇرۇندى.

غَالِبٌ ج غَالِبُونَ وَ غَلَبَةٌ: غالىب كەلگۈچى،

بويسۇندۇرغۇچى، يەڭگۈچى، ئۈستۈنلۈك قازانغۇچى؛ هۆكۈمران.

غَالِبَ الْأَوْقَاتِ: دائىم، تولا ۋاقىتلاردا.

﴿وَاللّٰهُ غَالِبٌ عَلَى أَمْرِهِ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ (خالىغان) ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا قادىردۇر.

غَالِبٌ وَ مَغْلُوبٌ: غالىب بولغۇچى ۋە مەغلۇپ بولغۇچى، يەڭگۈچى ۋە يېڭىلگۈچى.

غَالِبًا . فِي الْغَالِبِ: تولا چاغدا، تەخمىنەن.

«أَنَّهُ مَشْغُولٌ جِدًّا فِي هَذِهِ الْأَيَّامِ لِذَالِكَ غَالِبًا مَا يَعْمَلُ سَاعَةً مُتَأَخِّرَةً مِنَ اللَّيْلِ»: بۇ كۈنلەردە ئۇ ناھايىتى ئالدىراش، تولا چاغلاردا ئۇ يېرىم كېچىگىچە ئىشلەيدۇ.

غَالِبِيَّةٌ: كۆپ سانلىق.

غَالَطَ يُغَالِطُ مُغَالَطَةً: ئۇنى خاتالاشتۇردى.

غَالِطٌ: خاتالاشقۇچى، خاتا قىلغۇچى.

غَالَظَ يُغَالِظُ مُغَالَظَةً: ئۇنىڭ بىلەن دۈشمەنلەشتى، ئاداۋەتلەشتى.

غَالَى يُغَالِي مُغَالَاةً فِي الْأَمْرِ: مۇبالىغىلەشتۈرۈۋەتتى، چەكتىن ئاشۇرۇۋەتتى.

«لَا تُصَدِّقْ كُلَّ مَا يَقُولُ صَاحِبُكَ فَإِنَّهُ يُغَالِي أَحْيَانًا»: دوستۇڭنىڭ دېگەنلىرىگە ئىشىنىۋەرمە، ئۇ بەزىدە ئاشۇرۇۋېتىدۇ.

غَالٍ (الْغَالِي) غَالِيَةٌ ج غَالِيَاتٌ وَ غَوَالٍ: باھاسى يۇقىرى، قىممەت؛ چېكىدىن ئاشقان؛ تەرسا، جاھىل؛ قايىنغۇچى، قايناۋاتقان.

الْأُمْنِيَّةُ الْغَالِيَةُ: يۈكسەك غايە، ئارزۇ-ئۈمىد.

«هَذَا الصِّنْفُ غَالٍ وَ لَكِنَّهُ أَجْوَدُ مِنَ الصِّنْفِ الْآخَرِ»: بۇ تۈرنىڭ باھاسى يۇقىرىراق، لېكىن ئۇ يەنە بىر تۈردىن ياخشىراق.

«نَحْنُ فِي حَاجَةٍ دَائِمَةٍ إِلَى نَصَائِحِكَ الْغَالِيَةِ»: بىز سېنىڭ قىممەتلىك نەسىھەتلىرىڭگە ھەمىشە موھتاجمىز.

غَالٍ ج غُلَاةٌ: جاھىل، تەرسا؛ ئەكسىيەتچى؛ چېكىدىن ئاشۇرۇۋەتكۈچى.

«كَانَ مِنْ غُلَاةِ الدَّاعِينَ الثَّوْرَةَ»: ئۇ چېكىدىن ئاشقان ئىنقىلاب تەشەببۇسچىلىرىدىن ئىدى.

غَامَ يَغِيمُ غَيْمًا السَّمَاءُ: ئاسماننى بۇلۇت قاپلىدى.

غَامَ الْبَعِيرُ: تۆگە ئۇسسىدى، چاڭقاپ كەتتى.

«غَامَتِ السَّمَاءُ وَلَكِنَّهَا لَمْ تُمْطِرْ»: ھاۋا بۇلۇتلۇق بولدىيۇ، لېكىن يامغۇر ياغمىدى.

غَامَرَ يُغَامِرُ مُغَامَرَةً: خەتەرگە تەۋەككۈل قىلدى.

غَامَرَ غَيْرَهُ: جان تىكىپ ئېلىشتى.

غَامِرٌ: كۆپ سۇ؛ خارابىلىك يەر، ۋەيران بولغان يەر.

غَامِضٌ م غَامِضَةٌ ج غَوَامِضُ: تۇتۇق، مۇجمەل، مەخپىي.

سِرٌّ غَامِضٌ: مۇتلەق مەخپىي.

أَمْرٌ غَامِضٌ: مۇجمەل ئىش.

كَلَامٌ غَامِضٌ: تۇتۇق سۆز.

غَامِقٌ: تۇتۇق، قارىغا مايىل، قارامتۇل.

لَوْنٌ غَامِقٌ: تۇتۇق رەڭ.

أَحْمَرُ غَامِقٌ: تۇتۇق قىزىل، قىزغۇچ.

صَمْتٌ غَامِقٌ: جىمجىت، تىمتاس.

بُنِّيٌّ غَامِقٌ: بېغىر رەڭ، جىگەر رەڭ.

أَخْضَرُ غَامِقٌ: توق يېشىل.

غَامٌّ: قاتتىق ئىسسىق، تىنچىق؛ غەمكىن، قايغۇرغۇچى؛ بۇلۇتلۇق.

غَانِمٌ: پايدا ئالغۇچى، مۇۋەپپەقىيەت قازانغۇچى، غەلىبە قىلغۇچى، غەنىيمەت ئالغۇچى.

عَادَ سَالِمًا غَانِمًا: تولۇق مۇۋەپپەقىيەت بىلەن قايتتى.

غَانِيَةٌ ج غَوَانٍ: ساھىبجامال، گۈزەل ئايال، كۆڭۈل ئېچىش سورۇنلىرىدىكى ئۇسسۇلچى ئايال.

«وَالْغَوَانِي يَغُرُّهُنَّ الثَّنَاءُ»: نازىنىنلارنى ماختاپ

بەرسەك ئۇچىدۇ.

غَاوَرَ يُغَاوِرُ مُغَاوَرَةً الْقَوْمَ: ئۆزئارا بۇلاڭ-تالاڭ قىلىشتى.

غَاوَرَ الْعَدُوَّ الْقَوْمَ: دۈشمەنگە ھۇجۇم قىلدى.

غَاوٍ (الْغَاوِي) ج غَاوُونَ م غَاوِيَةٌ ج غَاوِيَاتٌ: ئازغۇچى، نەپسى-خاھىشىغا بېرىلگۈچى، قايمۇققۇچى، گۇمراھ، ئالدامچى، ساختىپەز.

﴿وَالشُّعَرَاءُ يَتَّبِعُهُمُ الْغَاوُونَ﴾ «قۇرئان»: شائىرلارغا گۇمراھلار ئەگىشىدۇ.

غَايَةٌ ج غَايٌ وَ غَايَاتٌ: بايراق، تۇغ؛ ئۇرۇنۇش، غايە، غەرەز.

غَايَةُ التَّاجِرِ: تىجارەتچىنىڭ ۋىۋىسكىسى.

تَعَجَّبَ غَايَةَ التَّعَجُّبِ: ئىنتايىن ھەيران قالدى.

لِلْغَايَةِ: يۇكسەك دەرىجىدە.

بِغَايَةِ الدِّقَّةِ: بەك ئىنچىكىلىك بىلەن.

هَذِهِ نِهَايَةُ الْمَطَافِ: بۇ، ئىشنىڭ ئاخىرىدۇر.

لاَ تُدْرَكُ الْغَايَاتُ بِالْأَمَانِي: قۇرۇق ئارزۇ بىلەن مەقسەتكە يەتكىلى بولمايدۇ.

غَايَرَ يُغَايِرُ مُغَايَرَةً وَ غِيَارًا غَيْرَهُ: ئۆزئارا ئالماشتۇرۇشتى؛ كېلىشەلمىدى، ئەيلىشەلمىدى.

«غَايَرَ أَبَاهُ فِي سُلُوكِهِ»: ئاتىسىنىڭ يولىنى تۇتمىدى.

غَايَظَ يُغَايِظُ مُغَايَظَةً — هـ: ئۇنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈردى، ئۇغىسىنى قايناتتى.

غَائِبٌ ج غُيَّبٌ وَ غُيَّابٌ وَ غَائِبُونَ: غايىب، غايىب بولغۇچى، يوشۇرۇن.

صَلَاةُ الْغَائِبِ: غايىبتىن نامىزىنى چۈشۈرمەك، غايىبانە جىنازا نامىزىنى ئوقۇماق (يىراق جايدا ئۆلگەن ئادەمنىڭ نامىزىنى غايىبتىن ئوقۇماق).

﴿وَمَا هُمْ عَنْهَا بِغَائِبِينَ﴾ «قۇرئان»: ئۇلار ھەرگىز دوزاختىن ئايرىلمايدۇ.

«اَلْحَاضِرُ يُبَلِّغُ الْغَائِبَ مَاسَمِعَ»: ھازىر بولغۇچىلار ئاڭلىغانلىرىنى يوقلارغا يەتكۈزىدۇ.

غَائِرٌ: سىڭىپ كەتكۈچى؛ چوڭقۇر، تېرەن.

حَرَاثَةٌ غَائِرَةٌ: (يەرنى) چوڭقۇر ھەيدىمەك.

غَائِصٌ ج غَاصَةٌ وَ غَوَّاصٌ م غَائِصَةٌ ج غَائِصَاتٌ وَ غَوَّاصٌ: شۇڭغۇغۇچى، ھۇجۇم قىلغۇچى.

غَائِطٌ ج غُوطٌ وَغِيَاطٌ: چوڭ تەرەت، كەندە؛ ھاجەتخانا؛ ئويمان يەر.

﴿أَوْ جَاءَ أَحَدٌ مِنْكُمْ مِنَ الْغَائِطِ﴾ «قۇرئان»: ياكى سىلەرنىڭ بىرىڭلار ھاجەتخانىدىن كەلگەن بولساڭلار...

تَحْلِيلُ الْبَوْلِ وَالْغَائِطِ فِي الْمُخْتَبَرِ الطِّبِّيِّ: تىببىي تەجرىبىخانىدا چوڭ-كىچىك تەرەتنى تەكشۈرمەك.

غَائِظٌ: ئاچچىقلانغۇچى.

﴿وَإِنَّهُمْ لَنَا لَغَائِظُونَ﴾ «قۇرئان»: ئۇلار ھەقىقەتەن بىزنىڭ ئاچچىقىمىزنى كەلتۈرۈپ قويىدى.

غَائِلٌ: ئۆيلىمىغان، كۈتمىگەن؛ قورقۇنچلۇق، ۋەھشىي.

هُوَ غَائِلُ الْأَنَانِيَّةِ: ئۇ ئۇچىغا چىققان شەخسىيەتچى.

غَائِلَةٌ ج غَوَائِلُ: ئاپەت، بالا-قازا.

«دَفَعَ عَنِ الْفُقَرَاءِ غَائِلَةَ الْجُوعِ»: پۇقرالارنى ئاچارچىلىق ئاپىتىدىن قۇتقۇزدى.

غَائِمٌ: بۇلۇتلۇق كۈن، تۇتۇق ھاۋا.

كَلَامٌ غَائِمٌ: تۇتۇق سۆز.

غَائِيٌّ: غايىۋى.

غُبَارٌ: توپا، چاڭ-توزان؛ كۈل رەڭلىك، خۇنۇك؛ گۈلچىچىكى.

غُبَارُ الطَّلْحِ: گۈلچىچىكى.

لاَ غُبَارَ عَلَيْهِ: ئەيىبسىز، نۇقسانسىز، گۇناھسىز.

غُبَارٌ ذَرِّيٌّ: ئاتوم زەررىچىلىرى.

لَا يُشَقّ لَهُ غُبَارٌ: ھەممىدىن ئۈستۈن.

غُبَارِيٌّ: چاڭ ـ توزانلىق.

اَلْأَرْقَامُ الْغُبَارِيَّةُ: ئەرەب رەقىمى.

غَبَاشَةٌ: خىرە، تۇتۇق، غۇۋا.

غَبَانَةٌ: گالۋاڭلىق، ئەخمەقلىق، دۆتلۈك.

غَبَاوَةٌ: نادانلىق، بىلمەسلىك؛ گالۋاڭلىق؛ ھاماقەتلىك؛ دۆتلۈك.

غَبَاوَة غَفْلَة: دۆت، گالۋاڭ، ھاماقەت.

يَا لَهَا مِنْ غَبَاوَةٍ: بۇ نېمىدېگەن ھاماقەت.

غَبَّ يَغِبّ غِبًّا فِي الزِّيَارَةِ: ئۇزاقتا يوقلاپ كەلدى.

غَبَّ يَغُبّ غَبًّا / غِبًّا وَ غُبُوبًا وَ غُبُوبَةً الطَّعَامُ: تاماق بىر كېچە تۇرۇپ قالدى.

غَبَّ يَغِبّ غَبًّا / غِبًّا وَ غُبُوبًا الْمَاشِيَةُ الْمَاءَ: ئۇلاغ سۇ ئىچتى، بىر سوموروپ ئىچىۋەتتى.

غُبٌّ ج أَغْبَابٌ وَ غُبُوبٌ وَ غِبَّانٌ: كىچىك ئارال.

غِبٌّ: كېيىن.

غِبَّ الْمَطَرِ: يامغۇردىن كېيىن.

غِبٌّ ج أَغْبَابٌ: ئاقىۋەت، نەتىجە.

«زُرْ غِبًّا تَزْدَدْ حُبًّا» «مثل»: ئارىلاپ يوقلىساڭ مۇھەببەتنى ئاشۇرىسەن.

«أَلَا يَخْشَى غِبَّ عَمَلِهِ ؟»: ئىشىنىڭ ئاقىۋىتىدىن قورقمامدۇ؟

غَبَبٌ ج أَغْبَابٌ: ئۆسمە گۆش.

غَبَّبَ يُغَبِّبُ تَغْبِيبًا الطَّعَامُ: تاماق بۇراپ قالدى.

غَبَّبَ فِي الْأَمْرِ: ئىشنى كۆپتۈرۈۋەتمىدى.

غَبَّبَ الشَّاةَ: قوينى كۈن ئاشۇرۇپ ساغدى.

غَبَّبَ عَنْهُ: ئىتتىردى، مۇداپىئە قىلدى.

غَبَّبَ الذِّئْبُ: بۆرە پادىغا كىردى.

غَبَّةٌ: بىر ئېغىز، بىر لوقما، بىر كاپام.

غَبَّرَ يُغَبِّرُ تَغْبِيرًا الشَّيْءَ: نەرسىنى بۇلغىدى، چاڭ ـ توزان قىلىۋەتتى، تورپىغا مىلىۋەتتى.

غَبَّشَ يُغَبِّشُ تَغْبِيشًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئاڭقىرالمىدى.

غَبَّطَ يُغَبِّطُ تَغْبِيطًا ـ ه: ئۆتنىڭ ھەۋىسىنى كەلتۈردى، قىزىقتۇردى.

غَبَّى يُغَبِّي تَغْبِيَةً الشَّيْءَ: نەرسىنى ياپتى، يوشۇردى.

غَبَّى الشَّعْرَ: چاچنى قىسقارتتى.

غَبَثَ يَغْبِثُ غَبْثًا الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: بىرنەرسىنى يەنە بىرنەرسىگە ئارىلاشتۇردى.

غَبِثَ يَغْبَثُ غَبَثًا وَ غُبْثَةً اللَّوْنُ: تويا رەڭ بولدى.

غَبَرَ يَغْبُرُ غُبُورًا: ئۆتتى، ئۆتۈپ كەتتى؛ خۇنۇكلەشتى، كۇل رەڭگە ئۆزگەردى.

غِبْرٌ: ئۆچمەنلىك، ئاداۋەت.

غُبْرٌ: يېرىلغىق جاراھەت.

غَبْرَاءُ ج غُبْرٌ: تويا رەڭ؛ خۇنۇك.

اَلْغَبْرَاءُ: زېمىن.

مَا عَلَى الْغَبْرَاءِ مِثْلُهُ: زېمىندا ئوخشىشى يوق.

بَنُو الْغَبْرَاءِ: كەمبەغەللەر، موھتاجلار.

غَبَرَةٌ: تويا، چاڭ ـ توزان؛ كۇل رەڭلىك، خۇنۇك؛ گۆلچېكى.

﴿وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ عَلَيْهَا غَبَرَةٌ تَرْهَقُهَا قَتَرَةٌ﴾ «قرآن»: يەنە بىر كۈندە نۇرغۇن يۈزلەرنى چاڭ ـ توزان بېسىپ كەتكەن، قارىداپ كەتكەن بولىدۇ.

غُبْرَةٌ: تويا، چاڭ ـ توزان؛ كۇل رەڭلىك، خۇنۇك؛ گۆلچېكى.

غَبَسَ يَغْبُسُ غَبْسًا اللَّيْلُ: كېچە زۇلمەت قاراڭغۇ بولدى.

غَبَسٌ: قاراڭغۇلۇق، زۇلمەت.

«إِخْتَفَى فِي الْغَبَسِ فَلَمْ يَرَهُ أَحَدٌ»: قاراڭغۇلۇققا يوشۇرۇندى ـ دە، ئۇنى ھېچكىم كۆرمىدى.

غَبِشَ يَغْبَشُ غَبَشًا اللَّيْلُ: كېچە خىرەلەشتى، غۇۋالاشتى.

غَبَشَ يَغْبِشُ غَبْشًا فُلَانًا: ئالدىدى، پەللىدى.

غَبَشٌ ج أَغْبَاشٌ: تاڭ يورۇش ئالدىدىكى

قاراڭغۇلۇق.

غُبْشَةٌ: تاڭ قاراڭغۇسى.

غَبَطَ يَغْبِطُ غَبْطًا وَ غِبْطَةً الرَّجُلَ: ئارزۇ قىلدى، ھەۋەس قىلدى، زوقلاندى.

يَغْبِطُهُ أَصْحَابُهُ وَ يَحْسُدُهُ أَعْدَاؤُهُ: دوستلىرىنىڭ مەستلىكى كېلىدىغان، دۈشمەنلىرىنىڭ ئۇغىسىنى كەلتۈرىدىغان ئادەم.

غِبْطَةٌ: خۇشاللىق، كۆڭۈللۈك، شاد-خۇرام.

صَاحِبُ الْغِبْطَةِ: ئالىيلىرى، جانابلىرى، باش پوپقا قارىتا ئىشلىتىلىدىغان ھۆرمەت سۆزى.

عَاشَ فِي غِبْطَةٍ: كۆڭۈللۈك ياشىدى.

بَدَا فِي غَايَةِ الْغِبْطَةِ: ناھايىتى خۇشال كۆرۈندى.

غَبْغَبٌ ج غَبَاغِبُ: ئېڭەك ئاستىدا ساڭگىلاپ تۇرىدىغان گۆش.

غَبَنَ يَغْبِنُ غَبْنًا الثَّوْبَ: كىيىمنى قاتلىدى.

غَبَنَهُ: ئۇنى ئالدىدى؛ زىيان يەتكۈزدى؛ زۇلۇم سالدى.

غَبْنٌ: ئالدامچىلىق، ساختىپەزلىك.

أَصَابَهُ غَبْنٌ فَاحِشٌ: چوڭ زىيانغا ئۇچرىدى.

غَبِيَ يَغْبَى غَبَاوَةً وَ غَبَاءً الشَّيْءَ: بىلمىدى، چۈشەنمىدى، ئۇقمىدى.

غَبِيَ الشَّيْءُ عَنْهُ: مەخپىي بولدى، يوشۇرۇندى.

غَبِيبٌ: كونا، چىرىك، كونا ئۆرپ-ئادەت.

غَبِيبَةٌ: ئۇيۇپ قالغان سۈت.

غَبِيطٌ: تۆگە چومى.

غَبِينَةٌ: ئالدامچىلىق، ساختىپەزلىك.

غَبِيٌّ ج أَغْبِيَاءُ: دۆت، بىلمەس، گاللۋاڭ، نادان، ھاماقەت.

اَلْمَشْرُوعُ الْغَبِيُّ: ئەخمىقانە پىلان.

غَتَّ يَغُتُّ غَتًّا الطَّعَامُ: تاماق بوزۇلۇپ قالدى.

غَتَّ الْمِيزَابُ فِي الْحَوْضِ: كۆلگە تورۇبىدىن سۇ قۇيۇلدى.

غَتَّ الْمَاءَ: سۇنى غورتۇلدىتىپ ئىچتى.

غَتَّ الشَّيْءَ فِي الْمَاءِ: نەرسىنى سۇغا چىلىدى.

غَتِلَ يَغْتَلُ غَتَلاً الْمَكَانُ: جايدا دەرەخ كۆپ بولدى، دەرەخزارلىق بولدى.

غَتَمَ يَغْتِمُ غَتْمًا الْحَرُّ: تىنچىق بولدى.

غُتْمَةٌ: ئوچۇق سۆزلىيەلمەسلىك.

غَثَا يَغْثُو غُثُوًّا نَفْسُهُ: كۆڭلى ئاينىدى، ئىچى ئېلىشتى، بىئارام بولدى.

غُثَاءٌ: كۆپۈك، ماغزاپ.

﴿فَجَعَلَهُ غُثَاءً أَحْوَى﴾ «قرآن»: ئاندىن، ئۇلارنى قارامتۇل، قۇرۇق ئوت-خەسكە ئايلاندۇردى.

«يَكْثُرُ الْغُثَاءُ فِي الْوَادِي خِلَالَ هَذَا الْفَصْلِ»: بۇ مەۋسۇمدا ۋادىدا كۆپۈك كۆپ بولىدۇ.

غَثَاثَةٌ: ئورۇقلۇق، جۇدەڭگىلىك.

غَثَّ يَغَثُّ غَثًّا الضِّحْكَ: ئېغىزنى ئېتىۋېلىپ كۈلدى، يوشۇرۇن كۈلدى.

غَثَّ الشَّيْءَ فِي الْمَاءِ: نەرسىنى سۇغا چىلىدى.

غَثَّ يَغُثُّ / يَغِثُّ غَثَاثَةً وَ غُثُوثَةً الشَّاةُ: قوي ئورۇقلاپ كەتتى.

غَثَّ اللَّحْمُ: گۆش ئورۇق بولدى.

غَثَّ يَغِثُّ غَثًّا وَ غَثِيثًا عَلَيْهِ الْمَكَانُ: جاي ئۇنىڭغا ماسلاشمىدى، كۆنەلمىدى.

غَثَّ الْجُرْحُ: جاراھەت يىرىڭدىدى.

غَثٌّ: ئورۇق-جۇدەڭ.

«لَا يُمَيِّزُ بَيْنَ الْغَثِّ وَالسَّمِينِ»: ئورۇق بىلەن سېمىزنى ئايرىمايدۇ، ياخشى-ياماننى ئايرىمايدۇ.

غَثَّاءٌ: كۆپۈك، ماغزاپ.

غَثَرَ يَغْثُرُ غَثْرًا الْمَكَانُ بِالْقَمْحِ: جايدا بۇغداي بولۇق بولدى.

غَثْرَاءُ: لۆكچەك، چۈپرەندە، جەمئىيەت داشقاللىرى.

غَثْرَةٌ: مولچىلىق.

غُثْرَةٌ: تويا رەڭ.

غَثَمَ يَغْثِمُ غَثْمًا لَهُ مِنَ الْمَالِ: ئۇنىڭغا نۇرغۇن مال بەردى.

غَثَمَ الشَّيْءَ: نەرسىنى ئارىلاشتۇرۇۋەتتى.

غَثِمَ يَغْثَمُ غثمَاً و غُثْمَةً: باشتىكى ئاق چاچ كۆپەيدى.

غَثِيَ يَغْثَى غَثْيًا و غَثَيَانًا النَّفْسُ: كۆڭۈل ئاينىدى، ئىچى ئېلىشتى، بىئارام بولدى.

غَثْيٌ: ھۆ قىلماق، كۆڭلى ئېلىشماق.

غَثَيَانٌ: ھۆ قىلماق، كۆڭلى ئېلىشماق.

«سَبَّبَ السَّفَرُ غَثَيَانَ النَّفْسِ»: سەپەر كۆڭلىنى ئېلىشتۇردى.

غَثِيثٌ: ئورۇق، جۇدەڭ؛ يىرىڭ.

غَثِيثُ الْقَرْحَةِ: يارىنىڭ يىرىڭى.

غَجَرِيٌّ ج غُجَرٌ: قىزىقچى، مەسخىرىۋاز، سىرك ئۆمىكى.

اَلْغَدُ: ئەتە.

إِنَّ غَدًا لِنَاظِرِهِ قَرِيبٌ: كۈتكۈچىگە ئەتە چوقۇم كېلىدۇ.

غَدًا فِي الْغَدِ: ئەتە.

﴿وَلْتَنْظُرْ نَفْسٌ مَّا قَدَّمَتْ لِغَدٍ﴾ ‹قرآن›: ھەر ئادەم ئەتە ئۈچۈن نېمىلەرنى تەييارلىغانلىقىغا قارىسۇن.

«سَأَبْدَأُ الْمَشْرُوعَ مِنَ الْغَدِ»: ئەتىدىن باشلاپ پىلاننى كىرىشىمەن.

غَدَا يَغْدُو غُدُوًّا: ئەتىگەندە باردى، سەھەردە يولغا چىقتى؛ ئايلاندى، ئۆزگەردى.

غَدَا وَ رَاحَ: ئەتىگەن بېرىپ كەچ قايتتى.

﴿وَغَدَوْا عَلَى حَرْدٍ قَادِرِينَ﴾ ‹قرآن›: ئۇلار (مىسكىنلەرنى باغدىن) توسۇيالايمىز، دېگەن ئوي بىلەن ئەتىگەندە تۇرۇشتى.

«أَخَذَ يَغْدُو وَ يَرُوحُ فِي الْغُرْفَةِ وَهُوَ يُفَكِّرُ الْأَمْرَ»: ئۇ ئۆيدە ئويلىنىپ ئۇياندىن-بۇياندىن مېڭىشقا باشلىدى.

«غَدَتْ تَكْتُبُ الرِّسَالَةَ إِلَيْهِ»: ئۇنىڭغا خەت يېزىشقا كىرىشتى.

«نَزَلَ الْمَطَرُ فَغَدَا الْمَكَانُ أَخْضَرَ»: يامغۇر يېغىۋىدى، جاي يېشىللىققا چۆمدى.

غَدًا ج أَغْدِيَةٌ: ئەتىگەنلىك تاماق، ناشتىلىق.

«يَتَنَاوَلُ غَدَاهُ فِي الْمَطْعَمِ»: ئەتىگەنلىك تاماقنى تاماقخانىدا يەيدۇ.

غَدَاةٌ ج غَدَوَاتٌ: ئەتىگەن، سەھەر؛ كەلگۈسى.

غَدَاةُ ثَوْرَةِ أُكْتُوبِرْ: ئۆكتەبىر ئىنقىلابى ئەتىگىنى.

غَدَاةُ أَوَّلِ مَايُو: 1 ـ ماي ئەمگەكچىلەر بايرىمى ئەتىگىنى.

﴿يَدْعُونَ رَبَّهُمْ بِالْغَدَاةِ وَالْعَشِيِّ﴾ ‹قرآن›: ئۇلار ئەتىگەندە-ئاخشامدا پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىدۇ.

غُدَافٌ ج غِدْفَانٌ: قاغا.

غُدَافِيٌّ: قارا رەڭلىك.

غِدَانٌ: كېيىم ئاسقۇچ.

غَدَّ يَغَدُّ غَدًّا: ئىششىپ قالدى؛ ئۆسمە پەيدا بولۇپ قالدى.

غَدَّارٌ ج غَدَّارُونَ: خائىن، ئاسىي، ۋەتەن ساتقۇچ.

«لَا تَأْمَنِ الدَّهْرَ فَإِنَّهُ غَدَّارٌ»: زامانغا ئىشىنىپ كەتمە، چۈنكى ئۇ بىر ۋاپاسىز.

غَدَّارَةٌ ج غَدَّارَاتٌ: تاپانچا.

غَدَّارَةٌ سَرِيعَةُ الطَّلَقَاتِ: ئاپتومات.

غُدَّةٌ و غُدَدَةٌ ج غُدَدٌ و غَدَائِدُ: بەز، قالقانبەز.

الْغُدَّةُ الْأُنْبُوبِيَّةُ: نەيچىسىمان بەز.

الْغُدَّةُ النُّخَامِيَّةُ: مېڭە ئاستى بېزى.

اَلْغُدَّةُ الصَّنَوْبَرِيَّةُ: ئۇششۇقسىمان بەز، مېڭە ئۈستى بېزى.

اَلْغُدَّةُ الدَّرَقِيَّةُ: قالقانبەز.

ضِخَمُ الْغُدَّةِ الدَّرَقِيَّةِ: قالقانبەز ئىششىقى، پوقاق.

أُصِيبَ بِالْتِهَابٍ فِي الْغُدَّةِ: بەز ياللۇغى بولۇپ قالدى.

اَلْغُدَّةُ الثَّدْيِيَّةُ: ئەمچەك بېزى.

غُدَّةٌ صَمَّاءُ: ئىچكى ئاجراتما بېزى.

اَلْغُدَدُ التَّيْمُوسِيَّةُ: مېڭە بەزلىرى.

اَلْغُدَدُ ذَاتُ الْإِفْرَازِ الدَّاخِلِيِّ: ئىچكى ئاجراتما بەزلىرى.

اَلْغُدَدُ الصَّمُّ: ئىچكى ئاجراتما بەزلىرى.

اَلْغُدَدُ جَارَةُ الدَّرَقِيَّةِ: بىر جۈپ قالقانبەز.

اَلْغُدَدُ الْجِنْسِيَّةُ: جىنسىي بەز.

اَلْغُدَدُ اللِّمْفَاوِيَّةُ: لىمفا بېزى.

غَدَّدَ يُغَدِّدُ تَغْدِيدًا نَصِيبَهُ: نېسىۋىسىنى ئالدى.

غَدَّى يُغَدِّي تَغْدِيَةً الرَّجُلَ: كىشىگە ئەتىگەنلىك تاماق بەردى، ناشتىلىق بەردى.

«غَدَّى ضَيْفَهُ لَحْمًا»: مېھمىنىنى ئەتىگەندە گۆش بىلەن مېھمان قىلدى.

غُدَدِيٌّ: بەزنىلىك، بەزلىك.

غَدَرَ يَغْدِرُ وَ غَدِرَ يَغْدَرُ غَدْرًا وَ غَدَرَانًا بِهِ: ئۇنىڭغا خائىنلىق قىلدى، ۋاپاسىزلىق قىلدى، ساختىپەزلىك قىلدى.

غَدِرَ يَغْدَرُ غَدَرًا الرَّجُلُ: كۆلنىڭ سۈيىنى ئىچتى.

غَدِرَ الْمَكَانُ: جاي تاشلىق بولدى.

غَدِرَ اللَّيْلُ: كېچە زۇلمەت بولدى.

غَدِرَ عَنْ أَصْحَابِهِ: ھەمراھلىرىدىن ئايرىلدى.

غَدْرٌ: خىيانەتچىلىك، ۋاپاسىزلىق، ئاسىيلىق.

غَدَفَ يَغْدُفُ غَدْفًا لَهُ فِي الْعَطَاءِ: ئۇنىڭغا جىق نەرسە بەردى.

غَدَفٌ: نازۇنېمەت، باياشات، مولچىلىق.

غَدِقَ يَغْدَقُ غَدَقًا الْمَطَرُ: يامغۇر مول ياغدى.

غَدِقَ التُّرَابُ: تۇپا لاي بولۇپ كەتتى.

غَدِقَ الْعَيْشُ: تۇرمۇش پاراۋان بولدى، كەڭ ـ كۇشادە بولدى.

غَدَقٌ: مول، كۆپ.

﴿لَأَسْقَيْنَاهُمْ مَاءً غَدَقًا لِنَفْتِنَهُمْ فِيهِ﴾ «قرآن»: ئۇلارنى سىناش ئۈچۈن مول يامغۇر ياغدۇرۇپ بېرەتتۇق.

غَدِقٌ: كەڭ ـ كۇشادە، مولچىلىق، پاراۋان.

غَدِنَ يَغْدَنُ غَدَنًا: بوشاپ كەتتى، بوشىشىپ كەتتى.

غَدَنٌ . غُدْنَةٌ: ھېرىپ كەتمەك، بوشاپ كەتمەك.

غُدْوَةٌ ج غُدُوٌّ وَ غُدًا وَ غُدُدٌ: ئەتىگەن، سەھەر.

﴿يُسَبِّحُ لَهُ فِيهَا بِالْغُدُوِّ وَالْآصَالِ﴾ «قرآن»: (مۇئمىنلەر) ئەتىگەن ـ ئاخشامدا تەسبىھ ئېيتىپ تۇرىدۇ.

غَدُورَةٌ ج غُدُرٌ: ئاينىغۇچى، ئاسىيلىق قىلغۇچى، خىيانەتكار، ۋاپاسىز.

غَدِيَ يَغْدَى غَدًى وَ غَدَاءً الرَّجُلُ: ئەتىگەنلىك تاماق يېدى، ناشتا قىلدى.

غَدِيرٌ ج غُدْرٌ وَ غُدْرَانٌ وَ أُغْدِرَةٌ: كۆل، كۆلچەك.

«يَشْرَبُ أَهْلُ هَذِهِ الْقَرْيَةِ مِنْ مَاءِ الْغَدِيرِ»: بۇ يېزىنىڭ ئاھالىسى كۆل سۈيى ئىچىدۇ.

غَدِيرَةٌ ج غَوَادِرُ: ئۆرۈمە چاچ.

غَذَا يَغْذُو غَذْوًا الرَّجُلَ بِالطَّعَامِ: كىشىگە تاماق بەردى.

غِذَاءٌ ج أَغْذِيَةٌ: يېمەكلىك، ئوزۇقلۇق، تاماق، غىزا.

غِذَاءٌ لَحْمِيٌّ: گۆشلۈك تاماق.

غِذَاءٌ نَبَاتِيٌّ: گۆشسىز تاماق.

غِذَائِيٌّ: ئوزۇقلۇق ماددىسىنىڭ، يېمەكلىكنىڭ، غىزالىق.

تَدْبِيرٌ غِذَائِيٌّ: ساقلىقنى ساقلاش تەدبىرى.

اَلْغِذَائِيَّةُ: ئوزۇقلۇق.

اَلْمَوَادّ الْغِذَائِيَّةُ: ئوزۇقلۇق ماددىلىرى.

اَلْحُبُوبُ الْغِذَائِيَّةُ الْقَاسِيَةُ: قارا ئاشلىق.

«اَلْخُضْرَوَاتُ الطَّرِيَّةُ غَنِيَّةٌ بِالْمَوَادِّ الْغِذَائِيَّةِ»: يېڭى كۆكتات ئوزۇقلۇق ماددىلىرىغا باي.

«لِبَعْضِ الْأَطْعِمَةِ قِيْمَةٌ غِذَائِيَّةٌ خَاصَّةٌ»: بەزى تاماقلارنىڭ ئالاھىدە ئوزۇقلۇق قىممىتى بار.

غُذَارِمٌ: كۆپ سۇ.

غَذَّ يَغُذُّ / يَغِذُّ غَذًّا الْجُرْحُ: يارا يىرىڭداپ قالدى.

غَذَّى يُغَذِّي تَغْذِيَةً الرَّجُلَ بِالطَّعَامِ: كىشىگە تاماق بەردى، ئوزۇقلاندۇردى.

غَذْرَمَ يُغَذْرِمُ غَذْرَمَةً الْكَلَامَ: سۆز قالايمىقانلىشىپ كەتتى.

غَذْمَ الشَّيْءَ: نەرسىنى تۆكمە قىلىپ ساتتى.

غَذَمَ يَغْذِمُ غَذْمًا: ئاچ كۆزلۈك بىلەن يېدى.

غُذْمَةٌ ج غُذَمٌ: سۈيى كۆپ قودۇق.

غَذِيْذَةٌ: يىرىڭ.

غَرَا يَغْرُو غَرْوًا الْجِلْدَ: تېرىنى چاپلىدى، يېپىشتۇردى.

غِرَا ـ غِرَاءٌ: يېلىم.

غِرَاءُ السَّمَكِ: بېلىق يېلىمى.

غُرَابٌ ج أَغْرُبٌ وَ غِرْبَانٌ وَ أَغْرِبَةٌ وَ غَرَابِيْنُ: قاغا؛ بىس.

غُرَابُ الْبَحْرِ: چۆمگەك ئۆردەك.

﴿فَبَعَثَ اللهُ غُرَابًا يَبْحَثُ فِي الْأَرْضِ﴾ ‹قرآن›: ئاللاھ ئۇنىڭغا قېرىندىشىنىڭ جەسىتىنى قانداق كۆمۈشنى كۆرسىتىش ئۈچۈن بىر قاغا ئەۋەتتى.

غُرَابُ الرَّأْسِ: گەجگە سۆڭىكى، ئارقا مېڭە بوشلۇقى.

هَذَا شَيْبُ الْغُرَابِ: بۇ مۇمكىن بولمايدىغان بىر ئىش.

طَارَ غُرَابُهُ: چېچى ئاقىرىپ كەتتى.

غَرَابَةٌ: كەم كۆرۈلىدىغان، ئاز ئۇچرايدىغان، نادىر، غەلىتە.

غَرَابِيْلِيٌّ: غەلۋىرچى.

غِرَارٌ: بىس، تىغ ئۇچى؛ مىسلى، ئوخشىشى؛ ئاز، كەم.

لَا يَنَامُونَ إِلَّا غِرَارًا: ئۇلار ناھايىتى ئاز ئۇخلايدۇ.

عَلَى غِرَارٍ: ئالدىراپ ـ تېنەپ، ھاپىلا ـ شاپىلا.

عَلَى غِرَارِ كَذَا: شۇنىڭغا ئوخشاش.

«وَكَانَ هَذَا عَلَى غِرَارٍ لِلْمُعَاهَدَةِ»: بۇ كېلىشىمگە ئوخشايدۇ.

«لَقَدْ صَنَعْتُ سُتْرَتِي عَلَى غِرَارِ سُتْرَتِهِ»: چاپىنىمنى ئۇنىڭ چاپىنىغا قاراپ تىكتۈردۈم.

مَا لَبِثْتُ إِلَّا غِرَارًا: ئازغىنە تۇردۇم.

«مَضَى فِي سُلُوكِهِ عَلَى غِرَارِ أَبِيْهِ»: ئىش ـ ھەرىكىتىدە دادىسىنى دورىدى.

غَرَارَةٌ: ئاددىي ـ ساددا، ياش، يېڭى كىچىك، گۆدەك.

غَرَارَةُ الْمَرِيْضِ: كېسەلنىڭ باشلىنىشى.

«وَقَعَ فِي هَذِهِ الْأَخْطَاءِ بِسَبَبِ غَرَارَتِهِ»: كىچىك بولغانلىقى ئۈچۈن بۇ خاتالىقلارغا يولۇقتى.

غِرَارَةٌ ج غَرَائِرُ: قاپ، تاغار، خالتا؛ بوز؛ گىلەم.

غِرَاسٌ: كۆچەت تىكىش مەزگىلى، كۆچەت.

«دَمَّرَ الْعَدُوّ الْمَنَازِلَ وَاقْتَلَعَ الْغِرَاسَ»: دۈشمەن بىنالارنى ۋەيران قىلىپ دەرەخ ـ تاشلارنى قومۇرۇۋەتتى.

غِرَاسَةٌ: كۆچەت تىكىش، كۆچەت تىرىماق.

غَرَامٌ: مۇھەببەت، ئىشق؛ قاتتىق ئامراقلىق، ياللۇنلۇق مۇھەببەت.

﴿إِنَّ عَذَابَهَا كَانَ غَرَامًا﴾ ‹قرآن›: جەھەننەمنىڭ ئازابى ھەقىقەتەن (سېنىڭ دۈشمەنلىرىڭدىن) ئايرىلمايدۇ.

غَرَامَةٌ ج غَرَامَاتٌ: جەرىمانە.

غَرَامَةُ الْحَرْبِ: ئۇرۇش تۆلىمى.

غَرَامِيٌّ: مۇھەببەتلىك، ئاشىقلىق، مۇھەببەتنىڭ.

رِسَالَةٌ غَرَامِيَّةٌ: مۇھەببەت خېتى، سۆيگۈ خېتى.

عَلَاقَةٌ غَرَامِيَّةٌ: مۇھەببەتلىشىش، مۇھەببەت باغلاش.

غَرَانِقُ ج غَرَانِيقُ: تۇرنا؛ كېلىشكەن يىگىت.

غَرَبَ يَغْرُبُ غُرْبًا وَ غُرْبَةً وَ غَرَابَةً: ۋەتىنىدىن ئايرىلدى، مۇساپىر بولدى، غېرىب بولدى.

وَلَا يَغْرُبُ عَنِ الْبَالِ: كۆڭۈلدىن چىقمايدۇ.

غَرَبَ يَغْرُبُ غُرُوبًا الشَّيْءُ: يوشۇرۇندى، مەخپىي بولدى.

غَرَبَ الرَّجُلُ: كىشى ميكىپ كەتتى، يىراقلاپ كەتتى.

غَرَبَتِ الشَّمْسُ: كۈن ئولتۇردى.

﴿وَإِذَا غَرَبَتْ تَقْرِضُهُمْ ذَاتَ الشِّمَالِ﴾ «قرآن»: كۈن پاتقان چاغدا، ئۇلارنىڭ غارنىڭ شىمال تەرىپىگە ئۆتۈپ كەتكەنلىكىنى كۆرسەن.

«لَا يَصِحُّ أَنْ يَغْرُبَ عَنْ بَالِهِ»: ئۇنىڭ كۆڭلىدىن كۆتۈرۈلۈپ كېتىش توغرا بولمايدۇ.

«أُغْرُبْ عَنْ وَجْهِي»: كۆزۈمدىن يوقال.

غَرِبَ يَغْرَبُ غَرَبًا الشَّيْءُ: نەرسە قارىداپ كەتتى.

غَرِبَتِ الْعَيْنُ: كۆزى ئىششىپ قالدى.

غَرُبَ يَغْرُبُ غَرَابَةً الْكَلَامُ: سۆز چۈشىنىكسىز بولدى، غەلىتە بولدى.

غَرْبٌ ج غُرُوبٌ: غەرب، غەرب تەرەپ؛ ياش.

غَرْبُ الدَّمْعِ: ياش بېزى.

سَهْمُ غَرْبٍ: يوشۇرۇن ئوق، سۇيىقەست.

غَرْبًا: غەربتە، غەرب تەرەپ، غەربىي قىسىم.

غُرْبَةٌ: ئارىلىق، مۇساپە، تېرىككەكلىك، كەسكىنلىك.

قَلَّ غَرْبَهُ: ئۇنى باستۇردى، قىستىدى، چەكلىدى.

غُرْبَةٌ: يۇرتتىن ئايرىلىش، مۇساپىرچىلىق، غۇربەتچىلىك؛ سۈرگۈن قىلماق.

دَارُ الْغُرْبَةِ: چەت ئەل، ياقا يۇرت.

أَلَمُ الْغُرْبَةِ: يۇرتنى سېغىنىش ئازابى.

قَضَى حَيَاتَهُ فِي الْغُرْبَةِ: ھاياتىنى مۇساپىرچىلىقتا ئۆتكۈزدى.

غَرْبَلَ يُغَرْبِلُ غَرْبَلَةً الْحَبَّ: ئاشلىقنى تاسقىدى، تازىلىدى.

غَرْبَلَ الْأَمْرَ: تەكشۈردى.

غِرْبَالٌ ج غَرَابِيلُ: غەلۋىر، ئەلگەك، ئۆتكەمە.

غَرْبَلَةٌ: تاسقىماق.

غِرْبِيبٌ ج غَرَابِيبُ: قاپقارا.

﴿وَحُمْرٌ مُخْتَلِفٌ أَلْوَانُهَا وَغَرَابِيبُ سُودٌ﴾ «قرآن»: قىزىللىرى، ھەر خىل رەڭدىكى يوللۇقلىرى ۋە قاپقارالىرىمۇ بار.

غَرْبِيٌّ: غەربلىك، غەربتىن، ياۋروپالىق.

﴿وَمَا كُنْتَ بِجَانِبِ الْغَرْبِيِّ إِذْ قَضَيْنَا إِلَى مُوسَى الْأَمْرَ﴾ «قرآن»: (ئى مۇھەممەد!) بىز غەربىي تاغنىڭ بىر تەرىپىدە مۇساغا ۋەھيى نازىل قىلغىنىمىزدا سەن يوق ئىدىڭ.

غَرْبِيَّةٌ: غەرب، غەرب تەرەپ.

﴿يُوقَدُ مِنْ شَجَرَةٍ مُبَارَكَةٍ زَيْتُونَةٍ لَا شَرْقِيَّةٍ وَلَا غَرْبِيَّةٍ﴾ «قرآن»: چىراغ مۇبارەك زەيتۇن دەرىخىنىڭ (يېغى) بىلەن يورۇتۇلغان. ئۇ شەرق تەرەپتىمۇ ئەمەس، غەرب تەرەپتىمۇ ئەمەس.

غَرِثَ يَغْرَثُ غَرَثًا الرَّجُلُ: ئاچ قالدى، قورسىقى ئاچتى.

غَرِثٌ: ئاچ، ئاچ قورساق ئادەم.

غَرْثَانُ ج غَرْثَى وَغَرَاثَى وَغِرَاثٌ م غَرْثَى ج غِرَاثٌ: ئاچ قالغۇچى.

غَرِدَ يَغْرَدُ غَرَدًا الطَّائِرُ: قۇش سايرىدى.

غَرَدٌ: سايرىماق (قۇش).

غِرِدٌ. غَرِدٌ: سايرىغۇچى.

غَرَّ يَغُرّ / يَغِرُّ غَرًّا وَ غَرَارًا الطَّائِرُ فَرْخَهُ: قۇش چۈجىسىگە يەم بەردى.

غَرَّ يَغُرّ غَرًّا وَ غِرَّةً وَ غُرُورًا ـ هُ: ئۇنى قىزىقتۇردى؛ ئازدۇردى، ئالدىدى.

﴿يَا أَيُّهَا الْإِنْسَانُ مَا غَرَّكَ بِرَبِّكَ الْكَرِيمِ﴾ «قرآن»: ئى ئىنسان! سېنى مەرھەمەتلىك پەرۋەردىگارىڭغا ئاسىيلىق قىلىشقا نېمە ئالدىدى؟

غِرٌّ ج أَغْرَارٌ: تەجرىبىسىز، يېڭىسەك، شالالاق، تەۋەككۇلچى.

يَا لَكَ مِنْ غِرٍّ أَحْمَقَ: سەن نېمىدېگەن دۆت.

«كَانَ غِرًّا فَخَدَعَهُ بَعْضُ أَصْحَابِهِ»: ئۇ گول ئىدى، بەزى ھەمراھلىرى ئۇنى ئالدىۋەتتى.

أَيَّامُهُ الْغُرّ: ئۇنىڭ ئالتۇن دەۋرى، ئۇنىڭ بەختلىك كۈنلىرى.

غَرِرَ يَغْرَرُ غَرَارَةً: ئالىيجاناب بولدى.

غَرَرٌ: خەۋپ، خەۋپلىك، خېيىم-خەتەر.

رَكِبَ الْغَرَرَ: خەتەرگە تەۋەككۇل قىلدى.

غَرَّاءُ ج غُرٌّ وَ غُرَّانٌ: چىرايلىق، ئېسىل، ئالىيجاناب؛ قاشقىلىق ئات.

جَرِيدَتُكُمُ الْغَرَّاءُ: قىممەتلىك گېزىتىڭلار.

الشَّرِيعَةُ الْغَرَّاءُ: ئىسلام شەرىئىتى.

غَرَّارٌ: ئالدامچى، ساختىپەز.

غُرَّانٌ: سۇنىڭ كۆپۈكى، ئاق قاشقا ئات.

غَرَّبَ يُغَرِّبُ تَغْرِيبًا الرَّجُلُ: غەربكە ماڭدى؛ كەتتى.

غَرَّبَهُ: ئۇنى سۈرگۈن قىلدى، پالىدى؛ غەربلەشتۈردى؛ غەرب قىلدى.

غِرَّةٌ ج غِرَرٌ: غەپلەت، پەرۋاسىزلىق.

عَلَى غِرَّةٍ: كۈتۈلمىگەندە، ئۇشتۇمتۇت، دىققەتسىزلىكتىن.

غُرَّةٌ ج غُرَرٌ: ئاتنىڭ قاشقىسى.

غُرَّةُ الشَّيْءِ: نەرسىنىڭ باشلىنىشى، مۇقەددىمىسى.

غُرَّةُ الشَّهْرِ: ئاي بېشى.

غُرَّةُ الْقَوْمِ: قوۋمنىڭ بېتەكچىسى، ئاقساقال.

غُرَّةُ الشَّبَابِ: ياشلىق باھارى.

غُرَرُ النَّثْرِ وَالشِّعْرِ: پىروزا، شېئىرنىڭ ئەڭ ياخشى نەمۇنىلىرى.

وَلَّتْ غُرَرُ أَيَّامِهِ: ئۇنىڭ ئالتۇن دەۋرى كۈنلىرى ئۆتۈپ كەتتى.

غَرَّدَ يُغَرِّدُ تَغْرِيدًا الطَّائِرُ: قۇش سايرىدى.

غَرَّزَ الطَّائِرُ: قۇش قانات قاقتى، پەرۋاز قىلدى.

غَرَّرَ بِهِ: ئۇنى خەتەرلىك ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويدى، ئالدىدى.

غَرَّرَ بِنَفْسِهِ: تەۋەككۇل قىلدى، خەتەرگە كۆز يۇمدى.

«لَمْ يَكُنْ يَفْعَلْ هَذَا لَوْ لاَ أَنْ غَرَّرَ بِهِ أَصْحَابُهُ»: ئۇنىڭ ھەمراھلىرى ئۇنى ئالدىمىغان بولسا، ئۇ بۇ ئىشنى قىلمايتتى.

غَرَّزَ يُغَرِّزُ تَغْرِيزًا ـ هُ: ئۇنى كىرگۈزدى، سانجىدى.

غَرَّقَ يُغَرِّقُ تَغْرِيقًا: غەرق قىلىۋەتتى، چۆكۈرۈۋەتتى.

غَرَّقَ الْمَكَانَ: جاينى سۇغا باستۇرۇۋەتتى.

غَرَّمَ يُغَرِّمُ تَغْرِيمًا: جەرىمانە قويدى.

«غَرَّمَتْهُ الْمَحْكَمَةُ عِشْرِينَ دِينَارًا»: سوت ئۇنىڭغا يىگىرمە دىنار ئىشتىراپ قويدى.

غَرَّى يُغَرِّي تَغْرِيَةً الْجِلْدَ: تېرىنى چاپلىدى، يەملىدى، يېپىشتۇردى.

غِرِّيدٌ: سايرىغۇچى.

طَائِرٌ غِرِّيدٌ: سايرىغۇچى قۇش.

غَرَزَ يَغْرِزُ غَرْزًا الشَّيْءَ فِي الشَّيْءِ: نەرسىنى يەنە بىر نەرسىگە كىرگۈزدى، سانجىدى.

غَرَزَ عُودًا بِالْأَرْضِ: كۆچەت تىكتى.

غُرْزَةٌ ج غُرَزٌ: يىڭنە، بىر تال يىڭنە.

غُرْزَةُ الْخَيَّاطَةِ: شىرىق، تىكىش ئارىلىقى.

غُرْزَةُ تَدْخِينِ الْحَشِيشِ: چىلىمخانا، ئەپيۇنخانا.

غَرَسَ يَغْرِسُ غَرْسًا وَ غِرَاسَةً الشَّجَرَ: دەرەخ تىكتى.

«مَنْ قَالَ سُبْحَانَ اللهِ وَبِحَمْدِهِ غُرِسَتْ لَهُ نَخْلَةٌ فِي الْجَنَّةِ» ‹حديث›: كىمكى «سُبْحَانَ اللهِ وَبِحَمْدِهِ» دېسە، ئۇنىڭ ئۈچۈن جەننەتتە بىر تۈپ خورما دەرىخى تىكىلىدۇ.

«غَرَسُوا فَأَكَلْنَا وَ نَغْرِسُ فَيَأْكُلُونَ» ‹مثل›: ئەجدادلار بىز ئۈچۈن ئىشلىدى، بىز ئەۋلادلار ئۈچۈن ئىشلەيمىز.

«غَرَسَ فِي نَفْسِهِ مَجْمُوعَةً مِّنَ الصِّفَاتِ الْحَمِيدَةِ»: ئۆز ۋۇجۇدىدا بىرتالاي گۈزەل خىسلەتلەرنى يېتىشتۈردى.

غَرْسٌ: تېرىماق، تىكمەك (كۆچەتنى).

غَرْسٌ ج غِرَاسٌ وَ أَغْرَاسٌ: تىكىلگەن كۆچەت، جىرىم.

غِرْسٌ ج أَغْرَاسٌ وَ غِرَاسٌ: كۆچەت، جىرىم، مايسا.

غَرَسَةٌ ج غَرَسَاتٌ: بىر تال كۆچەت، كۆچەت تېلى.

غَرَضَ يَغْرِضُ غَرْضًا الْإِنَاءَ: قاچىنى تولدۇردى.

غَرَضَ الشَّيْءَ: چەكلىدى، سۇندۇرۇۋەتتى، ئالدىغا سۇردى.

غَرَضَ الثَّمَرَ: مېۋىنى تۆك ئۈزدى.

غَرُضَ يَغْرُضُ غَرَضًا اللَّحْمُ: گۆش يېڭى بولدى.

غَرِضَ يَغْرَضُ غَرَضًا إِلَيْهِ: ئۇنى سېغىندى.

غَرِضَ مِنْهُ: زېرىكتى، جاق تويدى.

غَرَضٌ ج أَغْرَاضٌ: مەقسەت، تىلەك، غەرەز، نىشان، مۇراد، غايە.

الْغَرَضُ الْمَقْصُودُ: ئاساسىي نۇقتا.

وَافٍ بِالْغَرَضِ: تەلەپكە لايىق.

«غَرَضُنَا مِنْ هَذَا خِدْمَةُ الْمُجْتَمَعِ»: بۇنىڭدىن مەقسىتىمىز جەمئىيەتكە خىزمەت قىلىش.

غِرْغَاجٌ: قارىياغاچ.

غَرْغَرَ يُغَرْغِرُ غَرْغَرَةً: غەر-غەر قىلدى، ئېغىز چايقىدى.

غِرْغِرٌ الواحدة غِرْغِرَةٌ ج غِرْغِرَاتٌ: توخۇ، ھەبەش توخۇسى، مارجان توخۇ.

غَرْغَرَةٌ: ئېغىز چايقىماق، غەر-غەر قىلماق؛ ئېغىز چايقايدىغان دورا.

غَرْغَرَةُ الْمَوْتِ: سەكراتتىكى بوغۇلۇش.

غَرَفَ يَغْرِفُ غَرْفًا الْمَاءَ: سۇنى قوچۇشلاپ ئالدى، ئۇشلاپ ئالدى.

غَرَفَ الشَّيْءَ: نەرسىنى ئۈستى، سۈزۈپ ئالدى.

«أَغْرِفْ لِنَفْسِكَ بَعْضَ الطَّعَامِ مِنَ الْقِدْرِ»: قازاندىكى تاماقتىن ئۆزۈڭ ئۇسۇۋال.

غُرْفَةٌ ج غِرَافٌ: (سۇ قاتارلىقلاردىن) ئوچۇملاپ ئېلىنغان نەرسە.

﴿وَمَنْ لَمْ يَطْعَمْهُ فَإِنَّهُ مِنِّي إِلَّا مَنِ اغْتَرَفَ غُرْفَةً بِيَدِهِ﴾ ‹قرآن›: ...ئۇنىڭدىن (ئۇسسۇزلۇقنى بىرئاز بېسىش ئۈچۈن) ئىچكەن ئادەم (بۇيرۇققا خىلاپلىق قىلغان بولمايدۇ)، دېدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئازغىنە كىشىدىن باشقا ھەممىسى ئۇنىڭدىن ئىچتى.

غُرْفَةٌ ج غُرَفٌ وَ غُرْفَانٌ وَ غُرفَاتٌ: بۆلمە، ھوجرا، ئۆي، ياتاق.

غُرْفَةُ الْأَكْلِ: تاماقخانا.

غُرْفَةُ النَّوْمِ: ياتاقخانا.

﴿وَهُمْ فِي الْغُرُفَاتِ آمِنُونَ﴾ ‹قرآن›: ئۇلار (جەننەتنىڭ) ئېسىل ئۆيلىرىدە ئەمىن بولغان ھالدا تۇرىدۇ.

غُرْفَةٌ تِجَارِيَّةٌ: تىجارەتچىلەر جەمئىيىتى، سودا جەمئىيىتى.

غُرْفَةُ الْجَلَسَاتِ: يىغىن زالى.

غُرْفَةُ الْإِحْتِرَاقِ: ئوت قالاش ئۆيى، كاتول.

غُرْفَةُ الْحَارِسِ: قوغداش بۆلۈمى.

غُرْفَةُ الْعَمَلِيَّاتِ: ئوپېراتسىيەخانا.

غُرْفَةُ الْفَحْصِ: تەكشۈرۈش ئۆيى.

غُرْفَةٌ بِسَرِيرَةٍ وَاحِدَةٍ: تاق كىشىلىك ياتاق.

غُرْفَةٌ بِسَرِيْرَيْنِ: قوش كىشىلىك ياتاق.

غُرْفَةُ الإِسْتِعْلاَمَاتِ: خەۋەرلىشىش بۆلۈمى.

غُرْفَةُ الطَّوَارِئِ: جىددىي قۇتقۇزۇش بۆلۈمى.

غُرْفَةُ اسْتِقْبَالٍ: كۈتۈۋېلىش بۆلۈمى.

غُرْفَةُ إِنْتِظَارٍ: كۈتۈش زالى.

غُرْفَةُ الْقِيَادَةِ: قوماندانلىق شتابى.

غُرْفَةُ تِجَارِيَّةٍ وَ صِنَاعِيَّةٍ: سودا ـ سانائەت بىرلەشمىسى.

غِرْفَةٌ ج غِرَفٌ: ئاياغ، سەندەل.

غَرِقَ يَغْرَقُ غَرَقًا : غەرق بولدى، چۆكۈپ كەتتى.

غَرِقَ الشَّخْصُ فِي الْمَاءِ: سۇدا تۇنجۇقۇپ ئۆلدى.

غَرِقَ الْمَكَانُ: جايىنى سۇ بېسىۋالدى.

«كَادَ يُغْرَقُ لِأَنَّهُ لاَ يُحْسِنُ السِّبَاحَةَ»: ئۇ سۇدا ياخشى ئۈزەلمىگەنلىكتىن، تۇنجۇقۇپ قالغىلى تاس قالدى.

«اِصْطَدَمَتِ الْبَاخِرَةُ بِالصُّخُورِ قُرْبَ الشَّاطِئِ وَ غَرِقَتْ»: پاراخوت قىرغاققا يېقىن جايدا تاشقا سوقۇلۇپ غەرق بولدى.

غَرِقَ فِي شِبْرِ مَاءٍ: ئاقىلانىلىك بىلەن ئىش قىلمىدى.

غَرِقَ فِي الْوَحْلِ: يولسىز ئىشلارغا چېتىلىپ قالدى.

غَرِقَ لِأُذُنَيْهِ: ئىش پۈتۈن ۋاقتىنى ئېلىپ كەتتى.

غَرَقٌ: غەرق بولماق، چۆكۈپ كەتمەك، بېرىلىپ كەتمەك.

﴿حَتَّى إِذَا أَدْرَكَهُ الْغَرَقُ﴾ «قرآن»: پىرئەۋىن غەرق بولىدىغان ۋاقىتتا...

غَرِقٌ: غەرق بولغۇچى، چۆكۈپ كەتكۈچى، (بىرەر نەرسىگە) پۈتۈنلەي بېرىلىپ كەتكۈچى.

غرقان فِي الدَّيْنِ: قەرزگە بوغۇلۇپ كەتكۈچى.

غَرِلٌ: گۆشلىرى بوشاپ كەتكەن ئادەم.

غُرْلَةٌ ج غُرَلٌ: سۈننەتلىك.

غَرِمَ يَغْرَمُ غُرْمًا وَ غَرَامَةً وَ مَغْرَمًا فِي التِّجَارَةِ: سودىدا زىيان تارتتى؛ جەرىمانە تۆلىدى.

غُرْمٌ: زىيان.

الْغُنْمُ لاَ يُسَاوِي الْغُرْمَ: پايدا ـ زىياننى قاپلىيالمىدى.

غَرِنَ يَغْرَنُ غَرَنًا الْعَجِينُ أَوِ الطِّينُ: خېمىر ياكى لاي قورۇپ قالدى.

غُرْنُوقٌ ج غَرَانِيْقُ: تورنا؛ چىرايلىق يىگىت.

غِرْنِيْقٌ ج غَرَانِيْقُ: تورنا؛ كېلىشكەن يىگىت.

غَرْوٌ: قىزىق، ئاجايىپ.

لاَ غَرْوَ: ھەيران قالغۇچىلىكى يوق.

غُرُوبٌ: يوشۇرۇنماق، مەخپىي بولماق، غايىب بولماق.

غُرُوبُ الشَّمْسِ: كۈننىڭ ئولتۇرۇشۇپ كېتىشى.

﴿وَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ قَبْلَ طُلُوعِ الشَّمْسِ وَ قَبْلَ غُرُوبِهَا﴾ «قرآن»: كۈن چىقىشتىن بۇرۇن ۋە كۈن پېتىشتىن بۇرۇن پەرۋەردىگارىڭغا تەسبىھ ئېيتقىن.

غَرُورٌ: دۇنيا؛ شەيتان؛ ئالدامچى؛ ئېغىز چايقايدىغان دورا.

﴿وَغَرَّكُمْ بِاللهِ الغَرُوْرُ﴾ «قرآن»: شەيتان سىلەرنى ئاللاھنىڭ (ئەپۇ قىلىدىغانلىقى ۋە ئازاب قىلمايدىغانلىقى) بىلەن ئالدىدى.

غُرُورٌ: ئالدىماق؛ يالغان، ساختا؛ غۇرۇر، مەغرۇر؛ مەنمەنلىك، چوڭچىلىق.

﴿وَمَا الْحَيَاةُ الدُّنْيَا إِلاَّ مَتَاعُ الْغُرُورِ﴾ «قرآن»: دۇنيا تىرىكچىلىكى پەقەت ئالدايدىغان مالدىنلا ئىبارەتتۇر.

الْغُرُورُ بِالنَّفْسِ: ئۆزىگە تەمەننا قويۇش.

«أَقْلِعْ عَنْ غُرُورِكَ بِنَفْسِكَ»: ئۆزۈڭگە تەمەننا قويما.

غَرْوَى: قىزىق، ئاجايىپ.

لاَ غَرْوَى: ھەيران قالغۇچىلىكى يوق.

غِرَوِيٌّ: يېلىمدەك، يېلىمسىمان.

غروِيٌّ ج غرَوِيَّاتٌ: يېلىمسىمان ماددا.

غَرِىَ يَغْرَى غَرًا بِالشَّيْءِ: رىشتە باغلىدى، تەلۋىلەرچە ياخشى كۆردى.

غِرْيَاقٌ: چۆمگەك ئۆردەك.

غَرِيبٌ ج غُرَبَاءُ م غَرِيبَةٌ ج غَرَائِبُ: چەتتىن كەلگەن، چەت ئەللىك، مۇساپىر، ئەجنەبىي؛ ئاجايىپ، غەلىتە.

غَرِيبُ الْكَلَامِ: چۈشىنىش تەس سۆز.

مِنَ الْغَرِيبِ أَنْ ...: ئەجەبلىنەرلىكى شۇكى، ...

مَادَّةٌ غَرِيبَةٌ: ئارىلاشما ماددا، تەركىبى ساپ ئەمەس.

«طَبْعُ هَذَا الشَّخْصِ غَرِيبٌ إِلَى حَدٍّمَا»: بۇ ئادەمنىڭ مىجەزى بىرئاز غەلىتە.

لَاتُعَامِلْنِي مِثْلَ الْغَرِيبِ: مېنى يات كۆرمە.

أَمْرٌ غَرِيبٌ: غەلىتە ئىش.

رَجُلٌ غَرِيبُ الْأَطْوَارِ: يۈرۈش-تۇرۇشى غەلىتە ئادەم.

«غَرَائِبُ الدَّهْرِ كَثِيرَةٌ»: زاماننىڭ ئاجايىپ ئىشلىرى كۆپ.

غُرَيْبَةٌ: ئۆرۈك مېغىزى.

غَرِيـرٌ ج أَغِـرَّةٌ وَ أَغِـرَّاءُ م غَرِيـرَةٌ ج غَرِيـرَاتٌ وَ غَرَائِـرُ: ئالدانغان، ئازدۇرۇلغان، قايمۇقتۇرۇلغان.

غُرَيْرٌ: بورسۇق.

أَسْمَنُ مِنْ غُرَيْرٍ: بورسۇقتىنمۇ سېمىز.

غَرِيزَةٌ ج غَرَائِزُ: تەبىئەت، خاراكتېر، مىجەز، تۇغما خىسلەت، قابىلىيەت؛ بىۋاسىتە سېزىم.

«يَسْتَطِيعُ الْإِنْسَانُ بِعَكْسِ الْحَيَوَانِ أَنْ يَتَحَكَّمَ فِي غَرَائِزِهِ»: ئىنسان ھايۋاننىڭ ئەكسىچە ئۆزىنى كونترول قىلالايدۇ.

غَرِيزِيٌّ: تەبىئىي.

أَفْعَالٌ غَرِيزِيَّةٌ: تەبىئىي ھەرىكەتلەر.

غَرِيسَةٌ ج غَرَائِسُ وَ غِرَاسٌ: كۆچەت، جىرىم؛ ئورمان.

غَرِيضٌ: يېڭى، پاكىز، تازا، ساپ.

دَوَافِعُ غَرِيضَةٌ: شەخسىيەتچىلىك، شەخسىي مۇددىئا.

غَرِيقٌ ج غَرْقَى: غەرق بولغۇچى.

«قَدْ تَرَكْتَ ابْنَكَ الْحَزِينَ غَرِيقًا فِي بِحَارِ الْهُمُومِ وَالْحَسَرَاتِ»: غەمكىن ئوغلۇڭنى غەم - قايغۇ ۋە ھەسرەتلەردېڭىزىغا چۆكتۈرۈپ قويۇپ كەتتىڭ.

غَرِيقٌ فِي ...: پۈتۈنلەي بېرىلىپ كەتكۈچى.

غَرِيمٌ ج غُرَمَاءُ وَ غُرَّامٌ: قەرز بەرگۈچى؛ قەرزدار؛ دۈشمەن، رەقىب، رىقابەتچى، قارشى تۇرغۇچى.

«تَنَازَلَ غَرِيمُهُ عَنْ بَعْضِ دَيْنِهِ»: قەرز بەرگۈچى قەرزدارنىڭ بىر قىسىم قەرزىنى كۆتۈرۈۋەتتى.

غَرِينٌ: قۇرتقا (لاي).

«فَاضَ النَّهْرُ فَغَطَّى غَرِينُهُ ضِفَتَيْهِ»: دەريا تىنىپ لاتقىلار ئۇنىڭ ئىككى قىرغىقىنى قاپلاپ كەتتى.

غَزَا يَغْزُو غَزْوًا: ھۇجۇم قىلدى، زەربە بەردى، بېسىپ كىردى.

غَزَا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئىزدىدى.

«عَرَفْتُ مَا يَغْزُو مِنْ كَلَامِهِ»: ئۇنىڭ نېمە دېمەكچى بولغانلىقىنى چۈشەندىم.

غَزَارَةٌ: مەمۇرچىلىق، مولچىلىق، باياشاتچىلىق.

بِغَزَارَةٍ: كەڭ كۆلەمدە، كۆپ مىقداردا، مول، كۆپ.

«تَسَاقَطَ الْمَطَرُ بِغَزَارَةٍ»: يامغۇر قۇيۇۋەتتى.

غَزَالٌ ج غِزْلَانٌ وَ غِزْلَةٌ: بۆكەن ئېيار كېيىكى.

غَزَالَةٌ ج غَزَالَاتٌ: ئۇرغاچى، چىشى بۆكەن.

اَلْغَزَالَةُ: ئەتىگەنكى قۇياش، يېڭى كۆتۈرۈلگەن قۇياش.

غَزَرَ يَغْزُرُ غَزْرًا وَ غَزَارَةً وَ غُزْرًا الْمَاءُ: سۇ مول بولدى،

كۆپ بولدى.

غَزٌّ: كۆپ، مول، باياشات، مولچىلىق.

غَزَّ يَغُزّ غَزًّا وَ غَزَزًا بِفُلَانٍ: پالاننى تاللىدى، يارىتىپ قالدى.

غَزَّةُ: ئۇنىڭغا يىڭنە سانجىدى.

غَزَّالٌ: ئىگىرگۈچى، ئەشكۈچى، توقۇمىچى؛ ئۆمۈچۈك.

غَزَلَ يَغْزِلُ غَزْلًا الْقُطْنَ: پاختىنى ئىگىردى، ئەشتى.

غَزِلَ يَغْزَلُ غَزَلًا بِالْمَرْأَةِ: ئايال بىلەن پاراڭلىشىپ دوستلۇق ئىزھار قىلدى، ئايالغا مەيتۇن بولۇپ قالدى.

غَزْلٌ ج غُزُولٌ: ئىگىرمەك، ئەشمەك؛ ئىشلىگەن يىپ.

مَعَامِلُ الْغَزْلِ: توقۇمىچىلىق فابرىكىسى.

غَزْلُ السَّعَالَى: تاشپاختا.

﴿وَلَاتَكُونُوا كَالَّتِي نَقَضَتْ غَزْلَهَا﴾ «قۇرئان»: سىلەر پىششىق ئىگىرگەن يىپنى چۇۋۇپ، پارچە-پارچە قىلىۋەتكەن خوتۇندەك بولماڭلار.

غَزَلٌ: ئاياللار بىلەن مۇڭدىشىش، مۇھەببەتلىشىش، دوستلۇقنى ئىزھار قىلىپ، ئايالنى كۆككە كۆتۈرۈپ پاراڭلىشىش، ئايالنىڭ گۈزەللىكىنى ماختاش.

«إِشْتَهَرَ الشَّاعِرُ فُلَانٌ بِالْغَزَلِ»: پالانى شائىر لىرىكىلىق شېئىر بىلەن مەشھۇر.

غَزَلِيٌّ: لىرىكىلىق، ھېسسىياتلىق.

شِعْرٌ غَزَلِيٌّ: ھېسسىياتلىق شېئىر، لىرىكىلىق شېئىر.

غَزْوٌ: ھۇجۇم قىلماق، ئىشغال قىلماق، زەربە بەرمەك، تاجاۋۇز قىلماق، غازات قىلماق.

غَزْوُ الْفَضَاءِ: بوشلۇقنى بويسۇندۇرماق، ئالەمگە يۈرۈش قىلماق.

غَزْوَةٌ ج غَزَوَاتٌ: بىر قېتىم ھۇجۇم قىلماق؛ ئۇرۇش، جەڭ.

غَزِيرٌ ج غِزَارٌ: كۆپ، نۇرغۇن، مول.

غَزِيرُ الْمَاءِ: سۈيى مول، سۇغا باي.

شَخْصٌ غَزِيرُ الْعِلْمِ: چوڭقۇر بىلىملىك ئادەم.

غَسَا يَغْسُو غَسْوًا وَ غُسُوًّا اللَّيْلُ: كېچە قاراڭغۇلاشتى، زۇلمەت باستى.

غَسَاةٌ ج غَسَوَاتٌ وَ غَسًى: خام خورما.

الْغَسَاسِنَةُ: غەسسانلىقلار.

غَساق: قان-يىرىڭ، سوغۇق؛ سېسىق.

غَسَالَةٌ: يۇيۇنغاندىكى پاسكىنا سۇ، يۇندى.

غُسَانٌ: يۈرەكنىڭ يىراق قاتلىمى.

«عَلِمْتُ أَنَّ ذَالِكَ مِنْ غُسانِ قَلْبِكَ»: بۇنىڭ سېنىڭ كۆڭلۈڭدىكى ئىكەنلىكىنى بىلىۋالدىم.

غَسَرَ يَغْسُرُ غَسْرًا عَلَى الْغَرِيمِ: قەرزدارنى قاتتىق سۈيلىدى.

غَسَرَةٌ عَنِ الشَّيْءِ: توسۇدى، مەنئى قىلدى.

غَسَّ يَغُسّ غَسًّا: ئەيىبلىدى، مالامەت قىلدى.

غَسَّهُ فِي الْمَاءِ: ئۇنى سۇغا چۆكۈرۈۋەتتى.

غَسَّ فِي الْبِلَادِ: كىردى، چېگرادىن كىردى.

غُسٌّ ج أَغْسَاسٌ: پەس، چاكىنا.

غَسَّاقٌ: قان-يىرىڭ؛ سېسىق؛ سوغۇق.

﴿هَـٰذَا فَلْيَذُوقُوهُ حَمِيمٌ وَّ غَسَّاقٌ﴾ «قۇرئان»: بۇ كۆيدۈرگۈچى قىزىق سۇدۇر، قان-يىرىڭدۇر، ئۇلار بۇنى تېتىسۇن.

غَسَّالٌ: كىر يۇغۇچى.

غَسَّالَةٌ ج غَسَّالَاتٌ: كىر يۇغۇچى ئايال؛ كىرئالغۇ، مېيىت يۇغۇچى ئايال.

غَسَّانٌ: ياشلىق مەزگىلى.

غَسَّانِيٌّ: ناھايىتى چىرايلىق.

غَسَّانِيٌّ ج غَسَّاسِنَةٌ: غەسسانلىقلار.

غَسَّلَ يُغَسِّلُ تَغْسِيلًا: ئۇنى يۇيۇندۇردى، تازىلىدى، غۇسلى قىلدۇردى.

«غَسَّلَ الْمَيِّتَ وَ كَفَّنَهُ»: مېيىتنى غۇسلى قىلىپ كېپەنلىدى.

غَسُولٌ: سوپۇن، يۇيۇنۇشتا ئىشلىتىلىدىغان نەرسىلەر.

غَسَفٌ: قاراڭغۇلۇق.

غَسَقَ يَغْسِقُ غَسَقًا وَ غَسَقَانًا اللَّيْلُ: كېچە قاراڭغۇ بولدى.

غَسِقَ يَغْسَقُ غَسَقَانًا الْمَاءُ: سۇ تۆكۈلدى.

غَسِقَتِ الْعَيْنُ: كۆز ياش تۆكتى.

غَسِقَ الْغَيْمُ: يامغۇر ياغدى.

غَسَقٌ: باش كېچىدىكى قاراڭغۇلۇق.

﴿أَقِمِ الصَّلَاةَ لِدُلُوكِ الشَّمْسِ إِلَى غَسَقِ اللَّيْلِ﴾ ‹قۇرئان›: (ئى مۇھەممەد!) كۈن قايرىلغان ۋاقىتتىن تارتىپ، قاراڭغۇ چۈشكەن ۋاقىتقا قەدەر ناماز ئوقۇغىن.

«يَسْتَمِرّ فِي عَمَلِهِ مِنَ الْعَصْرِ حَتَّى الْغَسَقِ»: ئۇ ئىشنى ئەسىردىن تارتىپ قاراڭغۇ چۈشكۈچە داۋاملاشتۇرىدۇ.

غَسَلَ يَغْسِلُ غَسْلًا وَ غُسْلًا الشَّيْءَ: نەرسىنى يۇدى، تازىلىدى.

﴿فَاغْسِلُوا وُجُوهَكُمْ وَ أَيْدِيَكُمْ إِلَى الْمَرَافِقِ﴾ ‹قۇرئان›: يۈزۈڭلارنى يۇيۇڭلار، قولۇڭلارنى جەينىكىڭلارنى قوشۇپ يۇيۇڭلار.

«لَا تَنْسَ أَنْ تَغْسِلَ يَدَيْكَ قَبْلَ الْأَكْلِ وَبَعْدِهِ»: تاماق يېيىشنىڭ ئالدى-كەينىدە قولۇڭنى يۇيۇشنى ئۇنتۇما.

غَسْلٌ: يۇماق.

غُرْفَةُ الْغَسلِ: يۇيۇنۇش ئۆيى، تازىلىق ئۆيى، مۇنچا.

طَشْتُ الْغَسْلِ: داس.

غُسْلٌ: يۇيۇنماق، سۇغا چۆمۈلمەك.

غِسْلٌ ج أَغْسَالٌ: سوپۇن، سۇ قاتارلىق كىر يۇيۇلىدىغان نەرسىلەر.

غِسْلَةٌ: يۇيۇنۇشتا ئىستېمال قىلىنىدىغان نەرسىلەر.

غِسْلِينٌ: ئەھلى دوزاختىن ئاققان قان-يىرىڭلار.

﴿وَلَاطَعَامٌ إِلَّا مِنْ غِسْلِيْنٍ﴾ ‹قۇرئان›: ئۇنىڭغا يىرىڭدىن باشقا تاماق يوقتۇر.

غَسَمَ يَغْسُمُ غَسْمًا وَ غُسُومًا اللَّيْلُ: كېچە قاراڭغۇ بولۇپ كەتتى.

غَسَمٌ ج أَغْسَامٌ: قاراڭغۇ، زۇلمەت.

غَسَنَ يَغْسُنُ غَسْنًا الشَّيْءَ: چاينىدى.

غُسْنَةٌ ج غُسَنٌ: ماڭلاي چاچ.

غَسُولٌ: يارا قاتارلىقلارنى يۇيۇش دورىسى، دېزىنفېكسىيە سۇيۇقلۇقى؛ سوپۇن؛ سۇيۇقلۇق.

غُسُوٌّ: كۈگۈم ۋاقتى.

غَسِيَ يَغْسَى غَسًّى اللَّيْلُ: كېچە قاراڭغۇلاشتى، زۇلمەت باستى.

غَسِيْلٌ ج غَسْلَى وَ غُسَلَاءُ م غَسِيلَةٌ ج غَسَالَى: يۇيۇلغان كىيىم.

«نَشَرْتُ الْغَسِيلَ عَلَى الْحَبْلِ لِيَجِفَّ»: قۇرۇتۇش ئۈچۈن يۇيۇلغان كىيىمنى تانىغا يېيىپ قويدۇم.

غَشَا يَغْشُو غَشْوًا فُلَانًا: پالانىنىڭ قېشىغا كەلدى.

غِشَاءٌ ج أَغْشِيَةٌ: مۇقاۋا، پېچەت، لىپاپ، كونۋېرت، نىپىز پەردە.

غِشَاءٌ مَصْلِيٌّ: سېرۇزلۇق پەردە، شىللىق پەردە.

غِشَاءٌ مُخَاطِيٌّ: شىللىق پەردە.

غِشَاءُ الْبَكَارَةِ: قىزلىق پەردىسى.

«وَضَعْنَا عَلَى الْحَدِيْدِ غِشَاءً رَقِيْقًا مِنَ الدِّهَانِ لِحِمَايَتِهِ مِنَ الصَّدَإِ»: تۆمۈرنى داتلىشىشتىن ساقلاش ئۈچۈن ئازراق ماي سۈركىۋەتتۇق.

غِشَائِيٌّ: پەردىلىك، پەردىسىمان.

غِشَاوَةٌ: ياپقۇچ، قاپ، كىرلىك، پەردە.

غِشَاوَةٌ عَلَى الْعَيْنِ: مۇگگۈز پەردىسى.

﴿وَعَلَى أَبْصَارِهِمْ غِشَاوَةٌ﴾ ‹قۇرئان›: ئۇلارنىڭ كۆزلىرى پەردىلەنگەن.

غَشَّ يَغُشُّ غَشًّا: ئالدىدى، ساختا قىلدى، كۆز بويامچىلىق قىلدى.

غَشَّهُ: ئۇنىڭغا خائىنلىق قىلدى.

«مَنْ غَشَّنَا فَلَيْسَ مِنَّا» ‹ھەدىس›: كىمكى بىزگە كۆز بويامچىلىق قىلىدىكەن، ئۇ بىزگە مەنسۇپ ئەمەس.

غَشَّ اللَّبَنَ: سۈتكە سۇ قوشتى.

«يُعَاقَبُ الطَّالِبُ الَّذِي يَغُشُّ فِي الْإِمْتِحَانِ»: ئىمتىھاندا ساختىپەزلىك قىلغان ئوقۇغۇچى جازالىنىدۇ.

غِشٌّ: ئالدامچىلىق، ساختىپەزلىك؛ خىيانەت.

غَشَّاشٌ ج غَشَّاشُونَ: ئالدامچى، ساختىپەز.

غَشَّامٌ: زالىم، ئەزگۈچى، زومىگەر، ۋەھشىي؛ بۇلاڭچى.

غَشَّى يُغَشِّي تَغْشِيَةً الشَّيْءَ: نەرسىنى بېسىۋالدى، قاپلىۋالدى؛ بويىدى.

غَشَّى الشَّيْءَ بِالذَّهَبِ: نەرسىگە ئالتۇن ياللىدى.

﴿وَالْمُؤْتَفِكَةَ أَهْوَى فَغَشَّاهَا مَا غَشَّى﴾ ‹قۇرئان›: لۇت قوۋمىنىڭ شەھەرلىرىنى دۈم كۆمتۈرۈۋەتتى، ئۇنى (دەھشەتلىك تاشلار) قاپلىۋالدى.

غَشَّى الدَّمْعُ عَيْنَيْهِ: ئۇنىڭ ئىككى كۆزىنى ياش قاپلىۋالدى.

غَشَمَ يَغْشِمُ غَشْمًا: زۇلۇم قىلدى، ئەزدى؛ قالايمىقان قىلدى.

غَشَمَ الْحَاطِبُ: ئوتۇنچى ئوتۇننى قارا-قويۇق كەستى.

غَشْوَةٌ / غِشْوَةٌ: ياپقۇچ، قاپ، كىرلىك.

غَشُومٌ: زالىم، زومىگەر، ۋەھشىي؛ بۇلاڭچى.

حَرْبٌ غَشُومٌ: ناھەق ئۇرۇش.

اَلْقُوَّةُ الْغَشُومَةُ: زورلۇق-زومبۇلۇق، مەجبۇرىي.

غَشِيَ يَغْشَى غَشْيًا وَ غِشَايَةً الْمَكَانَ: مەلۇم جايغا كەلدى، باردى.

غَشِيَ الْأَمْرُ فُلَانًا: پالانىغا بەختسىزلىك كەلدى.

غَشِيَ الْمَرْأَةَ: ئايال بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلدى.

غَشِيَ الْحِصَانُ الْفَرَسَ: ئايغىر ئاتقا چاپتى.

غَشِيَ يَغْشَى غِشْيَانًا — هُ بِالسَّوْطِ: ئۇنى قامچىلىدى، قامچا بىلەن ئۇردى.

غَشِيَ يَغْشَى غَشًا وَ غَشْيًا اللَّيْلُ: كېچە زۇلمەت قاراڭغۇ بولدى.

غَشِيَهُ النُّعَاسُ: ئۇنى مۈگدەك باستى.

﴿وَاللَّيْلِ إِذَا يَغْشَى﴾ ‹قۇرئان›: قاراڭغۇلۇقى بىلەن ئالەمنى قاپلىغان كېچە بىلەن قەسەمكى...

غُشِيَ يُغْشَى غَشْيًا وَ غَشَيَانًا عَلَيْهِ: ھوشىدىن كەتتى، ئەقلىنى يوقاتتى، تېلىقىپ قالدى.

«عِنْدَمَا سَمِعَ النَّبَأَ غُشِيَ عَلَيْهِ»: خەۋەرنى ئاڭلاپ ھوشىدىن كەتتى، ئايلىنىپ كەتتى.

غَشْيٌ . غَشَيَانٌ . غَشْيَةٌ: ھوشىدىن كەتمەك، ئايلىنىپ كەتمەك.

غَشْيَةُ الْمَوْتِ: ئۆلۈمنىڭ سەكراتى.

غَشِيمٌ ج غُشَمَاءُ: تەجرىبىسىز، ئىشقا خام، نادان.

حَدِيدٌ غَشِيمٌ: چويۇن.

«أَدْرَكُوا أَنَّهُ غَشِيمٌ فَغَشَوهُ»: ئۇلار ئۇنىڭ نادانلىقىنى بىلىپ ئۇنى ئالدىدى.

غَصَبَ يَغْصِبُ غَصْبًا - هُ: زورلىدى، مەجبۇرلىدى، قىستىدى؛ بۇلىدى، تارتىۋالدى، باسقۇنچىلىق قىلدى.

غَصَبَ الْمَرْأَةَ: ئايالغا باسقۇنچىلىق قىلدى.

غَصْبٌ: مەجبۇرلىماق، زورلىماق؛ ئىگىلىۋالماق، بۇلىماق، تارتىۋالماق.

غَصْبًا . بِالْغَصْبِ: مەجبۇرىي، زورلۇق بىلەن.

غَصْبًا عَنْ كَذَا: ئۇنداق بولۇشدىن قەتئىينەزەر، ئۇنىڭغا قارىماي.

﴿وَكَانَ وَرَاءَهُمْ مَلِكٌ يَأْخُذُ كُلَّ سَفِينَةٍ غَصْبًا﴾ «قرآن»: ئۇلارنىڭ ئالدىدا (يەنى بارىدىغان يوللىرىدا) ھەر قانداق ساق كېمىنى ئىگىسىدىن (زورلۇق بىلەن) تارتىۋالىدىغان بىر پادىشاھ بار ئىدى.

غَصَّ يَغَصُّ غَصَصًا بِالطَّعَامِ: گېلىغا تاماق تورۇپ قېلىپ قېقىلىپ كەتتى، نەپەس ئالالماي قالدى.

غَصَّ الْمَكَانُ بِالْقَوْمِ: جاي ئادەم توشۇپ قىستاڭچىلىق بولۇپ كەتتى.

غَصَصٌ: قېقىلىپ كەتمەك، قېقىلىپ كېتىپ دەم ئالالماي قالماق، كېكىرتەكتە بىرنەرسە تۇرۇپ قالماق.

غَصَصُ الْمَوْتِ: نەپەس توختىماق، جان ئۈزمەك.

غَصَّانٌ: قىستاڭچىلىق.

غُصَّةٌ ج غُصَصٌ: غەم ـ قايغۇ، ئەندىشە، خاپىلىق؛ گالدا بىرنەرسە تۇرۇپ قالماق.

﴿إِنَّ لَدَيْنَا أَنْكَالًا وَجَحِيمًا وَطَعَامًا ذَا غُصَّةٍ﴾ «قرآن»: شۈبھىسىزكى، بىزنىڭ دەرگاھىمىزدا (ئۇلارغا) ئېغىر ئىشكەللەر ۋە (كۆيدۈرگۈچى) دوزاخ بار. (زەققۇم، زەرىدىن ئىبارەت) گالدىن ئۆتمەيدىغان تاماق بار.

«لَمْ يَسْتَطِعِ الْكَلَامَ كَأَنَّمَا كَانَ فِي حَلْقِهِ غُصَّةٌ»: ئۇنىڭ گېلىغا بىرنەرسە تۇرۇپ قالغاندەك گەپ قىلالماي قالدى.

غَصَنَ يَغْصِنُ غَصْنًا الْغُصْنَ: شاخنى كەستى.

غَصَنَ الشَّيْءَ: نەرسىنى ئالدى.

غُصْنٌ ج أَغْصَانٌ وَ غُصُونٌ وَ غِصَنَةٌ: دەرەخ شېخى.

«كَانَ الْقِرْدُ يَقْفِزُ مِنْ غُصْنٍ إِلَى غُصْنٍ»: مايمۇن شاختىن شاخقا سەكرەيتتى.

غُصْنَةٌ: يۇمران شاخ.

غُصَيْنٌ ج غُصَيْنَاتٌ: يۇمران شاخ.

غَضَا يَغْضُو غَضْوًا وَ غُضُوًّا اللَّيْلُ: كېچە قاراڭغۇلىشىپ كەتتى.

غَضًّا: يۇلغۇن.

عَلَى أَحَرَّ مِنْ جَمْرِ الْغَضَا: تىكەن ئۈستىدە ئولتۇرغاندەك بىئاراملىق ئىچىدە.

غُضَابِيٌّ: تېرىككەك، مىجەزى چۇس.

غُضَارٌ: سېغىز لاي، ساپال قاچا.

غَضَارَةٌ ج غَضَائِرُ: كەڭ ـ كۇشادىلىق، تۇرمۇش پاراۋانلىقى؛ چوڭ ياغاچ تاۋاق.

غَضَاضَةٌ: تۆۋەنلىك، پەسلىك؛ يېتەرسىزلىك، ئەيىب.

غَضَاضَةُ الْإِهَابِ: بالىلىق دەۋرى.

«لَيْسَ فِي هَذَا الْفِعْلِ أَيَّ غَضَاضَةٍ»: بۇ ئىشتا ھېچقانداق نۇقسان يوق.

غُضَافِرُ: يولۋاس.

غَضِبَ يَغْضَبُ غَضَبًا عَلَيْهِ: ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى، خاپا بولدى.

غَضِبَ مِنْ لَا شَيْءَ: ھېچنېمىدىن ھېچنېمە يوق ئاچچىقلاندى.

﴿وَغَضِبَ اللهُ عَلَيْهِمْ وَلَعَنَهُمْ﴾ «قرآن»: ئاللاھ ئۇلارغا غەزەپ قىلدى، ئۇلارنى رەھمىتىدىن يىراق قىلدى.

«شَكَوْتُ خَصْمِي إِلَى صَدِيقِي فَغَضِبَ لِي»: دۈشمىنىمنى دوستۇمغا شىكايەت قىلىۋىدىم، ئۇ مەن ئۈچۈن ئۇنىڭغا ئاچچىقلاندى.

غَضَبٌ: غەزەپلەنمەك، ئاچچىقلانماق، خاپا بولماق.

﴿قَدْ وَقَعَ عَلَيْكُمْ مِنْ رَبِّكُمْ رِجْسٌ وَ غَضَبٌ﴾ «قرآن»: سىلەرگە چوقۇم پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ ئازابى ۋە غەزىپى نازىل بولىدۇ.

«إِنَّمَا الشَّدِيدُ الَّذِي يَمْلِكُ نَفْسَهُ عِنْدَ الْغَضَبِ»

›حديث›: ئاچچىقى كەلگەندە ئۆزىنى تۇتۇۋالغان ھەقىقىي نوچىدۇر.

غَضِبَ ج غِضَابٌ: ئاچچىقى يامان، تېرىككەك، تەرسا.

غَضْبَانٌ ج غِضَابٌ م غَضْبَانَةٌ وَ غَضْبَى ج غَضَابَى: غەزەپلەنگۈچى؛ تېرىككەك، چۇس، سەپرا مىجەز.

﴿رَجَعَ مُوسَى إِلَى قَوْمِهِ غَضْبَانَ أَسِفًا﴾ ‹قرآن›: مۇسا قوۋمىغا غەزەپلەنگەن ھالدا خاپا قايتتى.

«كَانَ عَصَبِيَّ الْمِزَاجِ غَضِبًا»: ئۇ ئاچچىقى يامان، مىجەزى چۇس ئىدى.

غَضَرَ يَغْضِرُ غَضْرًا عَنْهُ: ئۇنىڭدىن باش تارتتى، سوۋۇدى.

غَضَرَ عَلَيْهِ: ئۇنىڭغا غەمخورلۇق قىلدى، كۆيۈندى.

غَضَرَ الشَّيْءَ: ئۈزۈۋەتتى، كېسىۋەتتى.

غَضِرَ يَغْضَرُ غَضَرًا وَ غَضَارَةً عَيْشُهُ: ئۇنىڭ تۇرمۇشى ياخشى بولدى، پاراۋان بولدى.

غَضِرٌ: بۇك ـ باراقسان، بولۇق؛ سۇلۇق.

غُضْرُوفٌ ج غَضَارِيفُ: كۆمۈرچەك سۆڭەكى.

غُضْرُوفُ الضِّلْعِ: قوۋۇرغا سۆڭىكى.

سَمَكٌ غُضْرُوفِيٌّ: يۇمشاق قىلتىرىقلىق بېلىق.

غَضَّ يَغُضُّ غَضًّا وَ غَضَاضًا وَ غَضَاضَةً طَرْفَهُ: كۆزىنى پەسلەتتى، تۆۋەنگە قارىۋالدى.

غَضَّ الطَّرْفَ عَنْ كَذَا: بۇنىڭدىن كۆزىنى قاچۇردى، كۆرمەسكە سالدى.

غَضَّ عَنْ فُلَانٍ: پالاننى كەمسىتتى، كۆز سالمىدى، پەرۋا قىلمىدى.

غَضَّ مِنْ شَرَفِهِ: ئۇنى كۆزگە ئىلمىدى.

﴿قُلْ لِلْمُؤْمِنَاتِ يَغْضُضْنَ مِنْ أَبْصَارِهِنَّ﴾ ‹قرآن›: مۆمىنلەرگە ئېيتقىنكى، نامەھرەملەرگە تىكىلىپ قارىمىسۇن.

غَضَّ يَغَضُّ / يَغِضُّ غَضَاضَةً وَ غُضُوضَةً النَّبَاتُ: ئۆت ـ چۆپ يۇمران بولدى.

غَضٌّ: پەسلەتمەك، تۆۋەنلەتمەك.

غَضُّ الطَّرْفِ: كۆرمەسكە سالماق، كۆز سالماسلىق.

غَضٌّ ج غِضَاضٌ: يېپيېڭى؛ يۇمشاق، ئەۋرىشىم.

«صَبِيٌّ غَضُّ الْإِهَابِ»: تېرىسى يۇمران بالا.

غَضَّةٌ: خارلىق، تۆۋەنلىك، يېتەرسىزلىك.

غَضَّةُ الْإِهَابِ: بالىلىق دەۋرى.

أَوْرَاقُ هَذَا النَّبَاتِ غَضَّةٌ: بۇ ئۆت ـ چۆپنىڭ ياپراقلىرى يۇمران.

غَضَّنَ يُغَضِّنُ تَغْضِينًا: قاتلىدى، پۈرلىدى.

غَضَّنَتِ السَّمَاءُ: يامغۇر توختىماي ياغدى.

«غَضَّنَ جَبْهَتَهُ عِنْدَمَا رَآنِي»: ئۇ مېنى كۆرۈپ چىرايىنى پۈرۈشتۈرۈۋالدى.

غَضَفَ يَغْضِفُ غَضْفًا الْعُوْدَ: ياغاچنى ئەگدى.

غَضَفَ الْوِسَادَةَ: تەكيىنى قاپلىدى.

غَضَفَ الْفَرَسُ: ئات چاپتى.

غَضَنَ يَغْضُنُ / يَغْضِنُ / يَغْضَنُ غَضْنًا وَ غَضَانًا عَنِ الْأَمْرِ: ئىشتىن توستى.

غَضْنٌ: غۇۋەرمەك بولۇۋالماق، تۈرۈلۈۋالماق، پۈرلىشىپ قالماق؛ ھارماق، چارچىماق، جاپا چەكمەك.

غَضَنْفَرٌ ج غَضَافِرُ: يولۋاس.

غَضُوبٌ: تېرىككەك، چۇس.

غُضُونٌ: قورۇق، پۈرۈم؛ ئارىسى، جەريان.

فِي غُضُونِ ذَلِكَ: شۇ چاغدا، شۇ ئارىدا.

فِي غُضُونِ الْكَلَامِ: سۆز ئارىسىدا.

فِي غُضُونِ الْحَرْبِ: ئۇرۇش جەريانىدا.

«لَقَدْ كَتَبْتُ هَذِهِ الرِّوَايَةَ مِنْ بِدَايَتِهَا حَتَّى نِهَايَتِهَا فِي غُضُونِ سَنَةٍ وَاحِدَةٍ»: بۇ روماننى باشتىن ـ ئاخىرغىچە بىر يىل جەريانىدا يېزىپ چىقتىم.

«سَأَزُورُكَ فِي غُضُونِ الْأُسْبُوعِ الْقَادِمِ»: سېنى كېلەر ھەپتىنىڭچە يوقلايمەن.

غَضِيْرٌ: بۇك ـ باراقسان، بولۇق؛ سۇلۇق.

غَضِيْضٌ ج أَغِضَّاءُ وَ أَغِضَّةٌ م غَضِيْضَةٌ ج غَضَائِضُ: يېپيېڭى؛ يۇمران، ئەۋرىشىم؛ چىرايلىق.

غِطَاءٌ ج أَغْطِيَةٌ: يايقۇچ، پەردە، قاپ، كىرلىك؛ قۇتا ئاغزى.

غِطَاءُ الرَّأْسِ: باش كىيىم.

غِطَاءُ الْمَائِدَةِ: داستىخان.

﴿كَانَتْ أَعْيُنُهُمْ فِي غِطَاءٍ عَنْ ذِكْرِي﴾ «قۇرئان»: ئۇلارنىڭ (بۇ دۇنيادىكى چاغلىرىدا دىللىرىنىڭ) كۆزلىرى مېنى ياد قىلىشتىن پەردىلەنگەنىدى.

غِطَاءُ السَّرِيْرِ: كىرلىك، ئەديال.

«قِسْ طُولَ غِطَاءِ الطَّاوِلَةِ بِالْمِسْطَرَةِ»: ئۈستەل، داستىخىنىنىڭ ئۇزۇنلۇقىنى چى بىلەن ئۆلچىۋەت.

«إِرْفَعْ غِطَاءَ الْقِدْرِ»: قازاننىڭ تۈۋىقىنى ئېچىۋەت.

غِطَاءُ الْمُحَرِّكِ: موتور قاپقىقى.

غُطَارِفٌ: مەرد، سېخىي.

غِطَايَةٌ: پەردە، نېپىز پەردە.

غِطْرَافٌ ج غَطَارِيْفُ: كېلىشكەن يىگىت، مەرد، سېخىي.

غَطْرَسَ يُغَطْرِسُ غَطْرَسَةً: تەكەببۇرلۇق قىلدى، غادايدى.

غِطْرِسٌ ج غَطَارِسُ: هاكاۋۇر، مەنمەنچى.

غَطْرَسَةٌ: تەكەببۇرلۇق قىلماق، غادايماق.

غِطْرِيْسٌ ج غَطَارِيْسُ: هاكاۋۇر، مەنمەنچى.

غِطْرِيْفٌ ج غَطَارِيْفُ: كېلىشكەن يىگىت؛ مەرد، سېخىي.

غَطَسَ يَغْطِسُ غَطْسًا فِي الْمَاءِ: سۇغا شۇڭغۇدى، چۆكۈپ كەتتى؛ چۆكتۈرۈۋەتتى.

غَطْسٌ: سۇغا شۇڭغۇماق.

«لَا يَسْتَطِيْعُ الْغَطْسَ فِي الْبَحْرِ إِلَّا السَّبَّاحُ الْمَاهِرُ»: پەقەت ئۇستا سۇ ئۈزگۈچىلا دېڭىزدا سۇ ئۈزەلەيدۇ.

غَطَشَ يَغْطِشُ غَطْشًا اللَّيْلُ: كېچە قاراڭغۇلاشتى.

غَطَشَ يَغْطِشُ غَطْشًا وَ غَطَشَانًا الرَّجُلُ: كىشى ئاجىزلىقتىن ئاستا ماڭدى.

غَطِشَ يَغْطَشُ غَطَشًا: كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىزلاپ قالدى، كۆزى خىرەلەشتى.

غَطْشٌ: گۇڭگا، قاراڭغۇ، خىرە.

غَطَشٌ: كۆز نۇرى ئاجىزلاشماق.

غَطِشٌ م غَطْشَاءُ وَ غَطِشَةٌ ج غُطْشٌ وَ غَطِشَاتٌ: كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىز ئادەم.

غَطَّ يَغِطُّ غَطًّا وَ غَطِيْطًا النَّائِمُ: ئۇخلىغۇچى خورەك تارتتى.

«غَطَّتِ الضَّوْضَاءُ صَوْتَهُ»: ئۇنىڭ ئاۋازىنى ۋاراڭ ـ چۇرۇڭ بېسىپ كەتتى.

غَطَّ يَغُطُّ غَطًّا الشَّيْءَ فِي الْمَاءِ: نەرسىنى سۇغا چۆكتۈرۈۋەتتى، شۇڭغۇتتى.

غَطٌّ: چۆمدۈرمەك، چۆكتۈرمەك (سۇغا).

غَطَّاسٌ ج غَطَّاسُونَ: غەۋۋاس، سۇغا شۇڭغىغۇچى، بىر خىل بېلىقچى قۇش.

«أَنْقَذَ الْغَطَّاسُونَ السَّابِحِيْنَ مِنَ الْغَرَقِ»: غەۋۋاسلار سۇ ئۈزگۈچىلەرنى غەرق بولۇپ كېتىشتىن قۇتقۇزۇۋالدى.

غَطَّسَ يُغَطِّسُ تَغْطِيْسًا فِي الْمَاءِ: سۇغا شۇڭغۇدى.

غَطَّسَ الشَّيْءَ: نەرسىنى چۆكتۈرۈۋەتتى.

غَطَّى يُغَطِّي تَغْطِيَةً الشَّيْءَ: نەرسىنى ياپتى، يوشۇردى، قاپلىۋالدى.

غَطَّى الْغُبَارُ الْمِنْضَدَةَ: ئۈستەلنى توپا بېسىپ كەتتى.

الثَّلْجُ يُغَطِّي قِمَمَ الْجِبَالِ: تاغ چوققىلىرىنى قار قاپلىۋاپتۇ.

غَطِفَ يَغْطَفُ غَطَفًا الْعَيْشُ: تۇرمۇش پاراۋان

بولدى.

غَطِفَ الرَّجُلُ: كىشى كىرپىكلىك بولدى.

غِطَمٌّ: دېڭىز، ئېسىل ئادەم، زور بىر تۈركۈم.

«أَتَيْتُ بَابَكَ رَجَّاءً وَمُعْتَذِرًا وَتُحْفَتِي يَا غِطَمَّ الْعَفْوِ أَبْيَاتٌ»: مەن ئۆزرە ئېيتىپ ئۈمىد بىلەن ئالدىلىرىڭغا كەلدىم. ئۆزلىرى قارنى-كۆكسى كەڭ ئادەم، بۇ بىرقانچە مىسرا شېئىر مېنىڭ سىلىگە سۇنغان كۆڭۈل سوۋغام.

غَطِيْطٌ: خورەك.

«سَمِعْتُ غَطِيْطَهُ فَأَيْقَنْتُ أَنَّهُ قَدْ نَامَ»: ئۇنىڭ خورىكىنى ئاڭلاپ، ئۇنىڭ ئۇخلاپ قالغانلىقىنى جەزملەشتۈردۈم.

غَفَا يَغْفُو غَفْوًا وَ غُفُوًّا الرَّجُلُ: كىشى ئازغىنە ئۇخلىدى، مۈگدىدى.

غَفَا الشَّيْءُ: نەرسە سۇ ئۈستىگە چىقىۋالدى.

«غَفَوْتُ خِلَالَ الْإِسْتِمَاعِ إِلَى نَشْرَةِ الْأَخْبَارِ»: خەۋەر ئاڭلىتىشىنى ئاڭلاپ تۇرۇپ كۆزۈم ئۇيقۇغا كېتىپتۇ.

الْغُفَاءُ: خاماندىكى سامان، مەگگى.

غِفَارٌ: مەڭ، خال.

غِفَارَةٌ ج غَفَائِرُ: ياپقۇچ؛ پەردە؛ چۈمبەل.

غَفَرَ يَغْفِرُ غَفْرًا الشَّيْءَ: ياپتى، يوشۇردى.

غَفَرَ الشَّيْبَ: ئاق چاچنى بويىدى.

غَفَرَ يَغْفِرُ غَفْرًا وَ غُفْرَانًا وَ غَفِيْرًا وَ غَفِيْرَةً وَ غُفُورًا وَ مَغْفِرَةً: كەچۈردى، ئەپۇ قىلدى.

غَفَرَ الْأَمْرَ: ئىشنى ياخشىلىدى، تۈگشىدى.

﴿قَالَ رَبِّ إِنِّي ظَلَمْتُ نَفْسِي فَاغْفِرْ لِي فَغَفَرَ لَهُ﴾ «قۇرئان»: مۇسا ئېيتتى: «پەرۋەردىگارىم! مەن ھەقىقەتەن ئۆزۈمگە زۇلۇم قىلدىم، ماڭا مەغپىرەت قىلغىن». ئاللاھ ئۇنىڭغا مەغپىرەت قىلدى.

غَفِرَ الْمَرِيْضُ: كېسەل قوزغالدى.

غَفِرَ الْوَلَدُ: بالا تەتۈر كېلىپ قالدى، ئۇڭۇشسىز كېلىپ قالدى.

يُغْفَرُ: كەچۈرۈم قىلىنىدۇ.

لاَ يُغْفَرُ: كەچۈرۈم قىلىنمايدۇ.

غَفَرٌ: قاراۋۇل، پوست.

غُفْرَانٌ: كەچۈرمەك، ئەپۇ قىلماق، مەغپىرەت قىلماق.

غُفْرَانُ الْخَطَايَا: گۇناھىدىن ئۆتمەك.

﴿وَقَالُوا سَمِعْنَا وَ أَطَعْنَا غُفْرَانَكَ رَبَّنَا وَ إِلَيْكَ الْمَصِيْرُ﴾ «قۇرئان»: ئۇلار: «بىز (دەۋىتىڭنى) ئاڭلىدۇق ۋە (ئەمرىڭگە) ئىتائەت قىلدۇق، پەرۋەردىگارىمىز، مەغپىرىتىڭنى تىلەيمىز، ئاخىر يانىدىغان جايىمىز سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر»، دەيدۇ.

غُفْرَةٌ: ياپقۇچ، تۇۋاق.

غَفَّ يَغُفُّ غَفًّا الطَّائِرُ: قۇش قوندى.

غَفَّارٌ ج غَفَّارُونَ: ئەپۇچان، ناھايىتى كەڭچىلىك قىلغۇچى.

الْغَفَّارُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، چەكسىز مەغپىرەت قىلغۇچى، كەڭ مەرھەمەت ئىگىسى، دېگەن مەنىدە.

﴿فَقُلْتُ اسْتَغْفِرُوا رَبَّكُمْ إِنَّهُ كَانَ غَفَّارًا﴾ «قۇرئان»: (ئۇلارغا) ئېيتتىم: پەرۋەردىگارىڭلاردىن مەغپىرەت تىلەڭلار، ئۇ ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر.

غَفَّارَةٌ ج غَفَافِيْرُ: مۇراسىم كىيىمى.

غِفَّانٌ: زامان، ۋاقىت.

جَاءَ عَلَى غِفَّانِهِ: ئۆز ۋاقتىدا كەلدى.

غَفَّرَ يُغَفِّرُ تَغْفِيْرًا الشَّيْءَ: ياپتى، يوشۇردى.

غَفَّلَ يُغَفِّلُ تَغْفِيْلًا: ئۇنى غەپلەتتە قالدۇردى، ئۇنى غەپلەتتە قالغۇچى، دېدى.

غَفَقَ يَغْفِقُ غَفْقًا عَلَيْهِ: تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلدى.

غَفَقَهُ بِالسَّوْطِ: ئۇنى قامچا بىلەن راسا ساۋىدى.

غَفَقَ فُلاَنٌ: سەپەردىن تۇشتۇمتۇت قايتىپ كەلدى.

غَفَلَ يَغْفُلُ غُفُولًا وَ غَفْلَةً وَ غَفَلًا: بىپەرۋالىق قىلدى، دىققەتسىزلىك قىلدى، غاپىل بولدى.

﴿وَدَّ الَّذِينَ كَفَرُوا لَوْ تَغْفُلُونَ عَنْ أَسْلِحَتِكُمْ وَأَمْتِعَتِكُمْ فَيَمِيلُونَ عَلَيْكُمْ مَيْلَةً وَاحِدَةً﴾ ‹قۇرئان›: كاپىرلار سىلەرنىڭ قوراللىرىڭلاردىن، ئەشيالىرىڭلاردىن غەپلەتتە قېلىشىڭلارنى، شۇنىڭ بىلەن سىلەرگە بىردىنلا ھۇجۇم قىلىشنى ئارزۇ قىلىدۇ.

غُفْلٌ ج أَغْفَالٌ: بەلگىسىز، نومۇرسىز؛ بوش قالغان ئورۇن؛ تۆۋەن تەبىقىدىن كېلىپ چىققان؛ خام ئەشيا، خام ماتېرىيال.

غُفْلٌ مِنَ التَّوْقِيعِ: ئىمزاسىز.

غَفَلٌ ـ غَفْلَةٌ: بىپەرۋالىق، بىخەستەلىك، سەھل قاراش، غەپلەت.

فِي غَفْلَةِ عَيْنٍ: كۆزنى يۇمۇپ-ئاچقۇچە، بىردەمدىلا.

عَلَى حِينِ غَفْلَةٍ: تۇشتۇمتۇت، توساتتىن، كۈتۈلمىگەندە.

عَلَى غَفْلَةٍ: بايقىمايلا، پەخەس بولماي.

عَنْ غَفْلَةٍ: كۆڭۈل قويماي، دىققەت قىلمىغانلىقتىن.

﴿وَدَخَلَ الْمَدِينَةَ عَلَى حِينِ غَفْلَةٍ مِنْ أَهْلِهَا﴾ ‹قۇرئان›: مۇسا شەھەر ئاھالىسىدىن ھېچ كىشىنى كۆرگىلى بولمايدىغان بىر ۋاقىتتا شەھەرگە كىردى.

مَوْتُ الْغَفْلَةِ: تۇشتۇمتۇت ئۆلۈم.

فِي غَفْلَةٍ مِنْهُ: غەپلەتتە تۇرغاندا.

غَفْوَةٌ: ئازغىنە ئۇخلاپ قالماق، مۈگدەپ قالماق.

غَفُورٌ ج غُفُورُونَ: ئەپۇچان، ناھايىتى كەڭچىلىك قىلغۇچى.

الْغَفُورُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بىرى بولۇپ، چەكسىز مەغپىرەت قىلغۇچى، كەڭ مەرھەمەت ئىگىسى، دېگەن مەنىدە.

﴿وَاسْتَغْفِرُوا اللَّهَ إِنَّ اللَّهَ غَفُورٌ رَحِيمٌ﴾ ‹قۇرئان›: ئاللاھدىن مەغپىرەت تەلەپ قىلىڭلار، ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.

غَفَى يَغْفِي غَفْيًا الطَّعَامَ: ئاشلىقنى ئەخلەتتىن تازىلىدى.

غَفِيَ يَغْفَى غَفًى الرَّجُلُ: كىشى ئازغىنە ئۇخلىدى، مۈگدەپ قالدى.

«إِذْهَبْ إِلَى فِرَاشِكَ فَقَدْ غَفِيتَ»: سەن مۈگدەپ قالدىڭ، ئورنۇڭغا بېرىپ (يات).

غَفًى ج أَغْفَاءٌ: ئاشلىق ئارىسىدىكى قارامۇققا ئوخشاش ئەخلەتلەر؛ ھەر نەرسىنىڭ ناچىرى.

غَفِيرٌ ج غُفَرَاءُ: مۇھاپىزەتچى، قاراۋۇل؛ كەچۈرگۈچى، ئەپۇ قىلغۇچى.

جَمٌّ غَفِيرٌ: زور كۆپچىلىك.

غَلَا يَغْلُو غَلَاءً السِّعْرُ: مال باھاسى ئۆستى، ئۆرلىدى.

«مُنِعَ شِرَاءُ هَذِهِ الْبِضَاعَةِ فَغَلَا سِعْرُهَا»: بۇ مالنى ئىمپورت قىلىش چەكلەنگەندى، باھاسى ئۆرلەپ كەتتى.

غَلَا يَغْلُو غُلُوًّا: ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتتى.

﴿لاَ تَغْلُوا فِي دِينِكُمْ غَيْرَ الْحَقِّ﴾ ‹قۇرئان›: دىنىڭلاردا ھەقسىز رەۋىشتە چەكتىن ئېشىپ كەتمەڭلار.

غَلَاءٌ: باھا ئۆرلەپ كەتمەك، قىممەتچىلىك بولماق.

غَلَاظَةٌ: قوپاللىق، توڭلۇق، يىرىكلىك.

غِلَافٌ ج أَغْلِفَةٌ وَ غِلَافَاتٌ وَ غُلْفٌ وَ غُلُفٌ: غىلاپ، لېپاپ، قەغەز خالتا؛ نەرسىنىڭ سىرتقى

تەربىي.

غِلَافُ الْكِتَابِ: مۇقاۋا.

غِلَافُ الطَّلْقَةِ: ئوق خالتىسى.

«وَضَعَ الرِّسَالَةَ فِي غِلَافٍ»: خەتنى كونۋېرتقا سالدى.

الْغِلَافُ الْجَوِّيّ: ھاۋا قاتلىمى.

غِلَالَةٌ ج غَلَائِلُ: شالىلىق پەردە؛ ئىچ كىيىم، كۆڭلەك.

غِلَالَةُ النَّوْمِ: ئۇخلاش كىيىمى.

غُلَامٌ ج غِلْمَانٌ وَ غِلْمَةٌ وَ أَغْلِمَةٌ: يىگىت، ياش؛ خىزمەتچى، غۇلام؛ مۇلازىم؛ چاكار؛ ئەسكەر.

﴿فَبَشَّرْنَاهُ بِغُلَامٍ حَلِيمٍ﴾ «قۇرئان»: بىز ئىبراھىمغا ناھايىتى مۇلايىم، بىر ئوغۇل بىلەن خۇش خەۋەر بەردۇق.

غُلَامِيَّةٌ: يىگىتلىك ھالەت؛ جىنسىي شەھۋەت.

غَلَبَ يَغْلِبُ غَلْبًا وَ غَلَبًا وَ غَلَبَةً وَ مَغْلَبًا وَ مَغْلَبَةً غَيْرَهُ: يەڭدى، غالىب كەلدى، غەلىبە قىلدى؛ كونترول قىلدى، تىزگىنلىدى، باشقۇردى.

غَلَبَ عَلَيْهِ: ئۇنىڭغا ئۈستۈن كەلدى، ئۇنىڭدىن ئارتۇق بولدى.

﴿كَمْ مِنْ فِئَةٍ قَلِيلَةٍ غَلَبَتْ فِئَةً كَثِيرَةً بِإِذْنِ اللهِ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن ئاز جامائە كۆپ جامائە ئۈستىدىن غەلىبە قىلدى.

«إِنَّ رَحْمَتِي تَغْلِبُ غَضَبِي» «ھەدىيس»: ھەققەتەن مېنىڭ رەھمىتىم غەزىپىمنى يەڭدى.

غَلَبَ عَلَيْهِ التَّرَدُّدُ: كۆپ ئىككىلەندى.

غَلَبَ عَلَيْهِ التَّفَاؤُلُ: كۆپ ئۈمىدۋار بولۇپ كەتتى.

غَلَبَ عَلَيْهِ النَّوْمُ: ئۇيقۇ بېسىپ كەتتى.

غَلَبَ عَلَى أَمْرِهِ: مەقسىتىگە يېتەلمىدى.

غَلْبَاءُ ج غُلْبٌ: كۈچلۈك، قۇدرەتلىك، غالىب؛ قويۇق.

﴿فَأَنْبَتْنَا فِيهَا حَبًّا وَعِنَبًا وَقَضْبًا وَزَيْتُونًا وَنَخْلًا وَحَدَائِقَ غُلْبًا﴾ «قۇرئان»: زېمىندا ئاشلىقلارنى، ئۈزۈملەرنى، ئوتياشلارنى، خورمىلارنى، دەرەخلىرى قويۇق باغچىلارنى ئۆستۈردۇق.

غَلْبٌ ـ غَلَبَةٌ: يەڭمەك، غەلىبە قىلماق.

عِلْمٌ بِالْغَلَبَةِ: كۆپ قوللىنىش بىلمەك.

غَلَتَ يَغْلُتُ غَلْتًا الْبَيْعَ وَالشِّرَاءَ: سودا ـ سېتىقنى بۇزدى، ئەمەلدىن قالدۇردى.

غَلِتَ يَغْلَتُ غَلْتًا فِي الْحِسَابِ: ھېساباتنى خاتا قىلدى.

غَلَثَ يَغْلِثُ غَلْثًا الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: بىرنەرسىنى يەنە بىرنەرسىگە ئارىلاشتۇردى.

غَلِثَ يَغْلَثُ غَلَثًا الْقَوْمُ: قەۋم قاتتىق ئۇرۇش قىلىشتى.

اَلْغَلَثُ: ئاشلىق ئارىسىدىكى ئەخلەت.

غَلَجَ يَغْلِجُ غَلْجًا وَ غَلَجَانًا الْفَرَسُ: ئات بىر خىلدا ماڭدى، تەكشى ماڭدى، نورمال ماڭدى.

اَلْغُلُجُ: كېلىشكەن يىگىت.

غَلَسٌ ج أَغْلَاسٌ: تاڭ ئالدىدىكى قاراڭغۇلۇق، جىممىدە، ئاستاغىنە، تۈيدۈرماي.

غَلَسًا: قاراڭغۇدا، قاراڭغۇلۇق ئىچىدە.

«كَانَ يُصَلِّي الصُّبْحَ بِغَلَسٍ» «ھەدىيس»: بامىدات نامىزىنى تاڭ قاراڭغۇسىدا ئوقۇيتتى.

غَلْصَمَةٌ ج غَلَاصِمُ: گەدەن بىلەن باش ئوتتۇرىسىدىكى گۆش؛ كېكىردەك.

غَلِطَ يَغْلَطُ غَلَطًا: خاتالاشتى، خاتالىق ئۆتكۈزدى.

غَلِطَ فِي الْحِسَابِ: ھېساباتنى خاتا قىلدى.

غَلَطٌ ج أَغْلَاطٌ: خاتالىق، ناتوغرا، سەۋەنلىك، غەلەت.

غَلْطَانُ م غَلْطَانَةٌ وَ غَلْطَى: خاتالاشقۇچى، خاتالىق ئۆتكۈزگۈچى.

غَلْطَةٌ ج غَلَطَاتٌ: بىر قېتىملىق خاتالىق.

غَلْطَةٌ كِتَابِيَّةٌ: قەلەم سەۋەنلىكى.

غَلْطَةٌ مَطْبَعِيَّةٌ: مەتبەئە خاتالىقى.

«وَقَعَ الْمُتَحَدِّثُ فِي ثَلَاثِ غَلَطَاتٍ نَحْوِيَّةٍ»: سۆزلىگۈچى ئۈچ جايدا گراماتىكا خاتالىقى ئۆتكۈزدى.

غَلْطَةُ لِسَانٍ: تىل خاتالىقى.

إِرْتَكَبَ غَلْطَةً فَاحِشَةً: چوڭ خاتالىق ئۆتكۈزدى.

غَلُظَ يَغْلُظُ غِلَظًا وَ غَلَظَةً وَ غَلَاظَةً: قوپال بولدى، توڭ بولدى، يىرىك بولدى.

غَلُظَ قَلْبُهُ: قەلبى قاتتىق بولدى.

غَلُظَ عَلَيْهِ: قوپاللىق قىلدى.

غَلُظَ الْعَيْشُ: تۇرمۇش قىيىن بولدى.

غَلُظَتْ سَاقُ الشَّجَرَةِ: دەرەخنىڭ غولى يوغىنىدى.

غَلُظَ طَبْعُهُ: خاراكتېرى قوپال بولدى.

غِلَظٌ . غِلْظَةٌ: يوغان، توم، قوپال، يىرىك.

فِي غِلْظَةٍ: ئەدەپسىز، قوپال.

غَلْغَلَ يُغَلْغِلُ غَلْغَلَةً الشَّيْءَ: نەرسىنى كىرىشتۈردى، كىرگۈزدى.

غُلْغُلٌ ج غَلَاغِلُ: يەرگە چوڭقۇر كىرىپ كەتكەن يىلتىز.

غَلَفَ يَغْلُفُ غَلْفًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئەتتى، قاپلىدى، ياپتى، غىلاپقا سالدى.

غَلَفَ الْكِتَابَ: كىتابنى مۇقاۋىلىدى، تاشلىدى.

غَلِفَ يَغْلَفُ غَلَفًا: خەتنە قىلىنمىدى.

غَلْفَةٌ ج غُلَفٌ: خەتنىلىك، سۈننەتلىك.

غَلِقَ يَغْلَقُ غَلَقًا: غەزەپلەندى، چىچىلدى، خۇيى تۇتتى.

غَلِقَ الرَّهْنُ: گۆرۈگە قويۇلغان نەرسە قەرز ئىگىسىنىڭ مۈلكى بولۇپ كەتتى.

غَلِقَ الْبَابُ: ئىشىك تاقالدى.

غَلِقَ فُلَانٌ: ئىچى تىتىلداپ كەتتى، ئىچى سىقىلىپ كەتتى.

«إِنْهَارَتْ جُدْرَانُ الْبِئْرِ فَغَلِقَتْ»: قۇدۇقنىڭ تىمى ئۆرۈلۈپ كېتىپ، قۇدۇق ئېتىلىپ قالدى.

غَلَقَ يَغْلِقُ غَلْقًا الْبَابَ: ئىشىكنى ئەتتى، ياپتى، تاقىدى، قۇلۇپلىدى.

غَلَقَ الْأَزْرَارَ: تۈگمىنى ئەتتى.

غَلَقٌ ج أَغْلَاقٌ جج أَغَالِيقُ: تاقاق، دەم؛ قۇلۇپ سالماق.

غَلِقٌ: تېرىككەك، ئىچى تار.

غَلِقٌ مِنَ الْكَلَامِ: چۈشىنىكسىز سۆز.

غَلَّ يَغُلُّ غُلُولًا الرَّجُلُ: غەنىيمەت ياكى دۆلەت مۈلكىگە خىيانەت قىلدى.

﴿وَمَنْ يَغْلُلْ يَأْتِ بِمَا غَلَّ يَوْمَ الْقِيَامَةِ﴾ ‹قۇرئان›: كىمكى غەنىيمەتكە خىيانەت قىلىدىكەن، قىيامەت كۈنى ئۇ خىيانەت قىلغان نەرسىسى بىلەن كېلىدۇ.

غَلَّ يَغُلُّ غَلًّا الْمَاءُ بَيْنَ الْأَشْجَارِ: دەرەخلەرنىڭ ئارىلىقىدا سۇ ئاقتى.

غَلَّ بَصَرُ فُلَانٍ: خاتا كۆرۈپ قالدى.

غَلَّ الْمَفَازَةَ: چۆلنىڭ ئوتتۇرىسىغا كىردى.

غَلَّ فُلَانًا: پالانىغا كىشەن سالدى، كويزا سالدى، تاقاق سالدى.

﴿خُذُوهُ فَغُلُّوهُ﴾ ‹قۇرئان›: ئۇنى تۇتۇڭلار، ئۇنىڭغا تاقاق سېلىڭلار.

﴿وَقَالَتِ الْيَهُودُ يَدُ اللهِ مَغْلُولَةٌ غُلَّتْ أَيْدِيهِمْ﴾ ‹قۇرئان›: يەھۇدىيلار ئاللاھنىڭ قولى باغلاقلىقتۇر، دېدى. يەھۇدىيلارنىڭ قوللىرى باغلانسۇن.

غَلَّ الْغَلَالَةَ: ئىچ كىيىم كىيدى.

غَلَّ يَغِلُّ غَلًّا وَ غَلِيلًا صَدْرُ الرَّجُلِ: كىشىنىڭ كۆڭلى غەش بولدى.

غَلَّ فِي الشَّيْءِ: كىردى، ئىچكىرىلىدى.

غُلَّ غُلًّا وَ غُلَّةً: ئۇسساپ كەتتى، چاڭقاپ كەتتى.

غِلٌّ: ئۆچمەنلىك، ئاداۋەت.

﴿وَنَزَعْنَا مَا فِي صُدُورِهِمْ مِنْ غِلٍّ﴾ ‹قۇرئان›: ئۇلارنىڭ

دىللىرىدىكى دۈشمەنلىكنى چىقىرىپ تاشلايمىز.

غُلٌّ ج أَغْلَالٌ وَ غُلُولٌ: كويىزا، كىشەن، تاقاق؛ ئۇسسۇزلۇق، چاڭقاش.

﴿وَجَعَلْنَا الْأَغْلَالَ فِي أَعْنَاقِ الَّذِينَ كَفَرُوا﴾ «قۇرئان»: كاپىرلارنىڭ بويۇنلىرىغا تاقاقلارنى سالىمىز.

فَكَّ غُلَّهُ: كىشەننى ئېلىۋەتتى.

غَلَّايَةٌ ج غَلَّايَاتٌ: قازان، پار قازان.

غَلَّايَةٌ كَهْرَبَائِيَّةٌ: توك قازان.

غَلَّبَ يُغَلِّبُ تَغْلِيبًا: ئۇنى غەلىبىگە ئېرىشتۈردى.

«غَلَّبَهُ ذَكَاؤُهُ وَحُسْنُ تَخْطِيطِهِ عَلَى عَدُوِّهِ»: ئۇنىڭ زېرەكلىكى ۋە تەدبىرچانلىقى دۈشمىنىنى ئۈستىدىن غەلىبىگە ئېرىشتۈردى.

غُلَّةٌ ج غُلَلٌ: ئۇسسۇزلۇق، تەشنالىق، چاڭقاش.

أَطْفَأَ غُلَّتَهُ بِالْمَاءِ الْبَارِدِ: سوغۇق سۇ بىلەن ئۇنىڭ تەشنالىقىنى قاندۇردى.

غَلَّةٌ ج غِلَالٌ وَ غَلَّاتٌ: كىرىم، مەنپەئەت؛ ھوسۇل، مەھسۇلات.

غَلَّةُ الْأَرْضِ: دېھقانچىلىق كىرىمى.

حَانَ وَقْتُ جَمْعِ الْغِلَالِ: ھوسۇل يىغىش ۋاقتى يېقىنلاشتى.

بَائِعُ غِلَالٍ: ئاشلىق ساتقۇچى.

غَلَّسَ يُغَلِّسُ تَغْلِيسًا الْقَوْمُ: تاڭ قاراڭغۇسىدا ماڭدى.

غَلَّسَ فُلَانٌ بِالصَّلَاةِ: پالانى تاڭ قاراڭغۇسىدا ناماز ئوقۇدى.

غَلَّطَ يُغَلِّطُ تَغْلِيطًا ـهُ: ئۇنى خاتالاشتۇردى؛ خاتالىقنى كۆرسىتىپ بەردى.

لَا تُغَلِّطْ مَنْ هُوَ أَعْلَمُ مِنْكَ: سېنىڭدىن بىلىملىك ئادەمنى خاتاتا نىسبەت بەرمە.

غَلَّظَ يُغَلِّظُ تَغْلِيظًا الشَّيْءَ: نەرسىنى يوغىناتتى، قوپاللاشتۇرۇۋەتتى، قېلىنلاشتۇرۇۋەتتى.

غَلَّظَ الْيَمِينَ: قاتتىق قەسەم ئىچتى.

غَلَّفَ يُغَلِّفُ تَغْلِيفًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ياپتى، قاپلىدى، ئەتتى، غىلاپقا سالدى.

غَلَّقَ يُغَلِّقُ تَغْلِيقًا: ياپتى، ئەتتى، تاقىدى.

غَلَّقَ الْبَابَ: ئىشىكنى قۇلۇپلىدى.

﴿وَغَلَّقَتِ الْأَبْوَابَ﴾ «قۇرئان»: ئۇ ئىشىكلەرنى تاقىۋېتىپ...

غَلَّى يُغَلِّي تَغْلِيَةً السِّعْرَ: باھانى ئۆرلىتىۋەتتى، ئۆستۈرۈۋەتتى.

«إِحْتَكَرَ أَحَدُ التُّجَّارِ هَذِهِ الْبِضَاعَةَ فَغَلَّى سِعْرَهَا»: بىر سودىگەر بۇ مالنى مونوپول قىلىۋېلىپ، باھاسىنى ئۆستۈرۈۋەتتى.

غَلَّى يُغَلِّي تَغْلِيَةً الْقِدْرَ: قازاننى قايناتتى.

غِلِّيمٌ: شەھۋەتپەرەس، جىنسىي ھەۋەسى كۈچلۈك.

غَلِمَ يَغْلَمُ غَلَمًا وَ غُلْمَةً: جىنسىي ھەۋەسى كۈچەيدى.

غَلَمَ يَغْلُمُ غَلْمًا: تەرلىتىش ئۈچۈن يۆگەپ قويدى.

غَلِمٌ: شەھۋەتپەرەس، جىنسىي ھەۋەسى كۈچلۈك.

غُلْمَةٌ: جىنسىي شەھۋەت، جىنسىي تەلەپ.

غُلَوَاءُ: چەكتىن ئاشۇرۇۋەتمەك، مۇبالىغە قىلماق، جاھىللىق، تەرسالىق.

غُلَوَاءُ الشَّبَابِ: ياشلىقنىڭ ئۇرغۇپ تۇرغان ۋاقتى.

غُلُومَةٌ: يىگىتلىك ھالەت؛ جىنسىي شەھۋەت.

غُلُوٌّ: ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتمەك، مۇبالىغىلەشتۈرۈۋەتمەك؛ جاھىللىق، تەرسالىق.

غَلَى يَغْلِي غَلْيًا وَ غَلَيَانًا الْقِدْرُ: قازان قاينىدى.

غَلَى مِنَ الْغَضَبِ: غەزىپى تاشتى.

﴿كَالْمُهْلِ يَغْلِي فِي الْبُطُونِ كَغَلْيِ الْحَمِيمِ﴾ «قۇرئان»: ئۇ ئېرىتىلگەن مىستەك (قىزىق)تۇر، ئۇ قورساقلاردا قايناق سۇدەك قاينايدۇ.

غَلْي . غَلَيَانٌ: قايناش، جۇشقۇنلىماق.

«يَغْلِي الْعَالَمُ غَلَيَانَ الْمِرْجَلِ عَلَى النَّارِ»: پۈتۈن دۇنيا

خوددى قازان قاينىغاندەك قاينام-تاشقىنلىققا چۆمدى.

دَرَجَةُ الْغَلَيَانِ: سۇيۇقلۇقنىڭ پارغا ئايلىنىش دەرىجىسى.

غَلِيظٌ ج غِلَاظٌ ج غَلِيظَةٌ: تولۇق، قوپال، يىرىك، قاتتىق.

غَلِيظَةُ الرَّقَبَةِ: جاھىل، تەرسا، كاج.

اَلْمِعَى الْغَلِيظُ: چوڭ ئۈچەي.

﴿وَلَوْكُنْتَ فَظًّا غَلِيظَ الْقَلْبِ لَانْفَضوا مِنْ حَوْلِكَ﴾ «قرآن»: ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى.

قَلْبٌ غَلِيظٌ: باغرى قاتتىق.

طَبْعٌ غَلِيظٌ: مىجەزى قوپال.

عَيْشٌ غَلِيظٌ: جاپالىق تۇرمۇش.

عَهْدٌ غَلِيظٌ: چىن ۋەدە.

يَمِيْنٌ غَلِيظَةٌ: قاتتىق قەسەم.

سَاقٌ غَلِيظَةٌ: توم پاچاق.

غَلِيلٌ ج غَلَائِلُ: ئۆچمەنلىك، ئاداۋەت؛ قاتتىق ئۇسساش؛ قىزغىن مۇھەببەت.

أَرْوِى غَلِيْلَهُ: ئۇنىڭ ئۇسسۇزلۇقىنى قاندۇردى؛ ئاچچىقىنى چىقىرىۋالدى.

شَفَى غَلِيْلَهُ: ئاچچىقىنى چىقاردى.

غَلِيْلَةٌ ج غَلَائِلُ: ساۋۇت، دوبۇلغا.

غَلِيْمٌ: ئەركەك تاشپاقا.

غَلْيُونٌ ج غَلَايِيْنُ: غاڭزا؛ يەلكەنلىك كېمە.

غَلِيٌّ: باھاسى يۇقىرى، قىممەت، چېكىدىن ئاشقان؛ تەرسا، جاھىل.

غَمَا يَغْمُو غَمْوًا الْبَيْتَ: ئۆينى ياپتى.

غَمَا . الْغِمَاءُ: شىپ، ئۆگزە.

غُمَارٌ . غُمَارَةٌ: كىشىلەر توپى، جامائە، ئامما، ئاۋام.

غِمَاضٌ: ئۇيقۇ.

غَمَامٌ: ئاق بۇلۇت.

حَبّ الْغَمَامِ: مۆلدۈر.

﴿وَظَلَّلْنَا عَلَيْكُمُ الْغَمَامَ﴾ «قرآن»: سىلەرگە بۇلۇتنى سايىۋەن قىلىپ بەردۇق.

غَمَامَةٌ ج غَمَائِمُ: پارچە بۇلۇت.

غِمَامَةٌ: تور (ھايۋاننىڭ ئېغىزىنى توسۇپ قويىدىغان).

غَمَتَ يَغْمِتُ غَمْتًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ياپتى.

غَمَتَهُ الطَّعَامُ: تاماق ئېغىر كەلدى.

غَمَتَهُ فِي الْمَاءِ: ئۇنى سۇغا چۆمدۈردى.

غَمِتَ يَغْمَتُ غَمَتًا: تاماق ئېغىر كەلدى.

غَمَجَ يَغْمِجُ غَمْجًا الْمَاءَ: سۇنى غورتۇلدىتىپ ئىچتى.

غَمَدَ يَغْمِدُ غَمْدًا السَّيْفَ: قىلىچنى غىلاپقا سالدى.

غِمْدٌ ج غُمُودٌ وَ أَغْمِدَةٌ: غىلاپ.

لَا يَسَع السَّيْفَيْنِ غِمْدٌ: ئىككى كالالا بىر قازاندا قاينىمايدۇ.

جَرَّدَ سَيْفَهُ مِنْ غِمْدِهِ: قىلىچنى يالىڭاچلىدى.

غَمَرَ يَغْمُرُ غَمْرًا الْمَاءُ الْمَكَانَ: جاينى سۇ بېسىپ كەتتى، سۇ يامراپ كەتتى.

غَمَرَهُ بِالْهَدَايَا: ئۇنىڭغا كۆپ سوۋغا تەقدىم قىلدى.

غَمَرَ أَصْحَابَهُ بِفَضْلِهِ: ھەمراھلىرىنى مەرھەمىتىگە كۆمۈۋەتتى.

غَمُرَ يَغْمُرُ غَمَارَةً وَ غُمُورًا الْمَاءُ: سۇ مول بولدى، كۆپەيدى.

غَمْرٌ: سۇ بېسىپ كەتمەك.

غَمْرٌ ج غِمَارٌ وَ غُمُورٌ: مول سۇ، چوڭ سۇ، قاينام، دېڭىز-ئوكيان؛ كەڭ كىيىم.

رَجُلٌ غَمْرٌ: تەجرىبىسىز ئادەم؛ ئېسىل ئەخلاقلىق ئادەم.

لَيْلٌ غَمْرٌ: قاراڭغۇ كېچە.

خَاضَ غِمَارَ الْمَعْرَكَةِ: ئۇرۇشقا كىرىشىپ كەتتى، ئۇرۇش قاينىمىغا شۇڭغۇدى.

غِمْرٌ ج أَغْمَارٌ: ئۆچ-ئاداۋەت، ئاچچىقلىنىش؛

ئۇسسۇزلۇق؛ تەجرىبىسىز، جاھىل، ئەبلەخ.

غَمْرٌ ج غُمُورٌ وَ أَغْمَارٌ: ئۆچ-ئاداۋەت؛ تەجرىبىسىز ئادەم.

غَمْرُ النَّاسِ: كىشىلەر توپى.

غَمْرَةٌ ج غُمَرٌ وَ غِمَارٌ وَ غَمَرَاتٌ: خاپىلىق، ئازاب، دەرد-ئەلەم؛ زەربە.

غَمَرَاتُ الْمَوْتِ: ئۆلۈم ئازابى، سەكرات.

﴿وَلَوْتَرَى إِذِ الظَّالِمُونَ فِي غَمَرَاتِ الْمَوْتِ﴾ «قۇرئان»: (ئى مۇھەممەد!) زالىملارنى سەكراتتا چۈشكەن ۋاقتىدا كۆرسەڭ...

غَمْرَةُ الْحَرْبِ: شىددەتلىك جەڭ.

غَمْرَةُ الْكِفَاحِ: كەسكىن كۈرەش.

غَمْرَةُ نُورِ الْقَمَرِ: ئاي يورۇقى، ئايدىڭ.

غَمَزَ يَغْمِزُ غَمْزًا: ئاقساپ قالدى، يېنىچە ماڭدى.

غَمَزَ بِعَيْنِهِ: كۆز قىستى، كۆزى بىلەن ئىشارەت قىلدى.

غَمَزَ بِالْحَاجِبِ: قاش ئاتتى.

غَمَزَ عَلَيْهِ: ئۇنىڭغا تۆھمەت قىلدى، غەيۋىتىنى قىلدى.

غَمَزَ قَنَاتَهُ: ئۇنىڭ قانداق ئادەم ئىكەنلىكىنى سىناپ كۆردى.

غَمْزَةٌ ج غَمَزَاتٌ: كۆز ئىشارىتى، ئىما-ئىشارە.

غَمَسَ يَغْمِسُ غَمْسًا الشَّيْءَ فِي الْمَاءِ: نەرسىنى سۇغا چۆكۈردى، ھۆل قىلدى.

غَمَسَ إِصْبَعَهُ فِي الْمَاءِ: سۇغا بارمىقىنى چىلىدى.

غَمَسَ اللُّقْمَةَ فِي الْأَدَامِ: يېمەكلىكنى تېتىتقۇغا چىلىدى.

غَمْسٌ: (سۇغا) چۆكمەك.

غَمِصَ يَغْمِصُ غَمْصًا عَلَيْهِ: ئۇنىڭغا سەل قارىدى، كۆزگە ئىلمىدى.

غَمِصَهُ: ئۇنى ھاقارەتلىدى.

غَمِصَ النِّعْمَةَ: تۇزكورلۇق قىلدى.

غَمِصَ يَغْمَصُ غَمَصًا: يالغان ئېيتتى، بىلجىرلىدى.

غَمَصٌ: چاپاق.

غَمِصٌ: ئەيىبلىگۈچى، مالامەت قىلغۇچى.

غَمَضَ يَغْمُضُ وَ غَمُضَ يَغْمُضُ غُمُوضًا الْكَلَامُ: سۆز تۇتۇق بولدى، چۈشىنىكسىز بولدى.

غَمَضَ كَلَامُهُ فَلَمْ أَفْهَمْ مِنْهُ شَيْئًا: ئۇنىڭ سۆزى تۇتۇق بولۇپ، مەن ھېچ نەرسىنى چۈشەنمىدىم.

«لَمْ تَغْمُضْ لِي اللَّيْلَةَ الْفَائِتَةَ عَيْنٌ»: ئۆتكەن كېچە كۆزۈم يۇمۇلمىدى.

غَمَضَ يَغْمِضُ غَمْضًا عَنْهُ فِي الْبَيْعِ أَوِالشِّرَاءِ: سودىدا كەڭ بولدى.

غَمَضَ يَغْمَضُ / يَغْمِضُ غَمْضًا وَ غُمُوضًا الرَّجُلُ فِي الْأَرْضِ: كىشى يول مېڭىپ كۆزدىن غايىب بولدى.

غَمِضَ يَغْمَضُ غُمُوضَةً وَ غَمَاضَةً الْمَكَانُ: جاي ئىنتايىن پەس بولدى.

غُمِضَتْ عَيْنُهُ: ئۇخلىدى.

غُمْضٌ: ئۇيقۇ.

مَااكْتَحَلَتْ عَيْنُهُ غُمْضًا: ئۇنىڭ كۆزى ئۇيقۇغا بارمىدى.

غَمْضٌ ج غُمُوضٌ: پەس يەر، تېرەن يەر؛ تۇتۇق، مۇجمەل.

غَمْضَةُ عَيْنٍ: بىر قاراپلا، كۆزنى يۇمۇپ-ئاچقۇچە.

غَمَطَ يَغْمَطُ غَمْطًا النِّعْمَةَ: تۇزكورلۇق قىلدى، ئىلتىپاتنى تونۇمىدى.

غَمَطَ فُلَانٌ فُلَانًا: پالانى پالانىنى ھاقارەت قىلدى، كۆزگە ئىلمىدى.

غَمَطَ الْحَقَّ: ھەقنى ئىنكار قىلدى.

لَا تَغْمِطْ خَصْمَكَ: دۈشمىنىڭنى كىچىك سانىما.

لَا تَغْمِطْ حُقُوقَ النَّاسِ: كىشىلەرنىڭ ھەقلىرىنى ئىنكار قىلما.

غَمْطٌ: سەل چاغلىماق، ئىنكار قىلماق، ئويىمان يەر.

«اَلْكِبْرُ بَطَرُ الْحَقِّ وَ غَمْطُ النَّاسِ» «حديث»: تەكەببۇرلۇق دېگەن ھەق گەپكە ئۇنىماسلىق، كىشىلەرنى كۆزگە ئىلماسلىقتۇر.

غَمْغَمَ يُغَمْغِمُ غَمْغَمَةً الْكَلاَمَ: سۆزنى ئوچۇق قىلمىدى.

غَمْغَمَ الثَّوْرُ: ئۆكۈز قورقۇپ مۆرىدى.

غَمْغَمَ الْبَطَلُ: باتۇر ئۇرۇشتا «ھوررا»، دەپ توۋلىدى.

غَمْغَمَةٌ ج غَمَاغِمُ: تۇتۇق سۆز، مۇجمەل سۆز.

غَمَقَ يَغْمُقُ وَ غَمِقَ يَغْمَقُ وَ غَمُقَ يَغْمُقُ غَمْقًا الْمَكَانُ: جاي سۇلۇق ۋە نەم ھاۋالىق بولدى، زەيلىك بولدى.

غَمَقَ النَّبَاتُ: زەيدە ئوت-چۆپ بۇزۇلدى.

غَمِقٌ م غَمِقَةٌ: نەم، ھۆل، زەي.

الْغَمَقَةُ: بەل ئاغرىقى.

غِمْلاَجٌ ج غَمَالِجُ: يۇمشاق، يەڭگىل، ئىرادىسىز، شاللاق.

غَمْلَجٌ: يۇمشاق، ئەۋرىشىم؛ يەڭگىل؛ ئىرادىسىز.

غُمْلُوجٌ. غُمْلُوجَةٌ: يۇمشاق؛ يەڭگىل؛ ئىرادىسىز.

غِمْلِيجٌ. غِمْلِيجَةٌ ج غَمَالِيجُ: يۇمشاق؛ يەڭگىل؛ ئىرادىسىز؛ شاللاق.

غَمَّ يَغُمُّ غَمًّا الْيَوْمُ: كۈن قىزىرىپ كەتتى.

غَمَّ الشَّيْءَ: نەرسىنى ياپتى، ئەتتى.

غَمَّ الْقَمَرُ النُّجُومَ: ئاينىڭ نۇرى يۇلتۇزلارنى قاپلىۋالدى.

غَمَّ الرَّجُلَ: كىشىنى غەمناك قىلدى، غەمگە سالدى.

غَمَّهُ مَوْتُ صَدِيقِهِ: دوستىنىڭ ئۆلۈمىگە ھەسرەت چەكتى.

غَمٌّ ج غُمُومٌ: غەم-قايغۇ، ھەسرەت، ئەندىشە، قايغۇ.

يَوْمٌ غَمٌّ قاتتىق ئىسسىق كۈن، تىنچىق كۈن.

﴿فَاسْتَجَبْنَا لَهُ وَنَجَّيْنَاهُ مِنَ الْغَمِّ﴾ «قرآن»: ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدۇق، ئۇنى غەمدىن خالاس قىلدۇق.

«مَاتَ إِبْنُهُ فَأَصَابَهُ غَمٌّ شَدِيدٌ»: ئۇنىڭ ئوغلى ئۆلۈۋىدى، ئۇ قاتتىق قايغۇردى.

﴿ثُمَّ لاَيَكُنْ أَمْرُكُمْ عَلَيْكُمْ غُمَّةً﴾ «قرآن»: ئىشىڭلار سىلەرگە تۇتۇق بولۇپ قالمىسۇن.

غَمَّاءُ ج غُمٌّ: قويۇق بۇلۇت.

غَمَّازٌ ج غَمَّازُونَ: تۆھمەتخور.

غَمَّازُ السَّيَّارَةِ: ماشىنىنىڭ ئىشارەت چىرىغى.

غَمَّازَةٌ: زىناق.

غُمَّةٌ ج غُمَمٌ: قايغۇ، ھەسرەت، دەرد-ئەلەم.

غَمَّدَ يُغَمِّدُ تَغْمِيدًا الشَّيْءَ: نەرسىنى يىساپتى، نىقابلىدى.

غَمَّسَ يُغَمِّسُ تَغْمِيسًا الشَّيْءَ فِي الْمَاءِ: نەرسىنى سۇغا چۆكۈردى، چىلىدى.

غَمَّسَ الْخُبْزَ بِالْمَرَقِ: شورپىغا نان چىلىدى.

غَمَّضَ يُغَمِّضُ تَغْمِيضًا عَيْنَيْهِ: كۆزىنى يۇمۇۋالدى، ئېتىۋالدى.

غَمَّضَ الْكَلاَمَ: سۆزنى مۇجمەل قىلدى.

غَمَّضَ جُفُونَهُ عَلَى الْقَذَى: كۆپ سەۋر قىلدى، ئەزىيەتكە چىدىدى.

غَمَّقَ يُغَمِّقُ تَغْمِيقًا: چوڭقۇرلاشتۇردى.

غَمَنَ يَغْمَنُ غَمْنًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ياپتى.

غَمَنَ الْبَلَحَ: خام خورمىنى پىشۇرۇش ئۈچۈن كۆمدى.

غَمِنَ فِي الْأَرْضِ: يەر ئاستىغا كۆمۈپ قويدى.

غُمْنَةٌ: ئۇپا-ئەڭلىك.

غَمُوسٌ ج غُمُسٌ: قىيىن ئىش، ئېغىر ئىش.

يَمِيْنٌ غَمُوسٌ: يالغان قەسەم.

غَمُوصٌ: ياڵغانچى، كاززاپ.

يَمِينٌ غَمُوسٍ: يالغان قەسەمچى، قەسەمخور.

غُمُوضٌ. غُمُوضَةٌ: تۇتۇق، مۇجمەل.

غُمُوضِيَّةٌ: تۇتۇق.

غَمَى يَغْمِي غَمْيًا الْبَيْتَ: ئۆينى ياپتى.

غُمِيَ عَلَيْهِ: هوشىدىن كەتتى، خۇدىنى يوقاتتى.

غَمْيٌ: هوشىدىن كەتمەك، خۇدىنى يوقاتماق.

غَمِيزَةٌ: بوهتان، تۆهمەت؛ كەمچىلىك، نۇقسان؛ ئاجىز؛ دۆت.

غَمِيصَةٌ: ئەيىب، نۇقسان، كەمچىلىك.

غَنَاءٌ: بايلىق.

غِنَاءٌ: ناخشا ئېيتماق.

كَانَ يَهْتَمّ بِالْغِنَاءِ وَالْمُوسِيقَى: ناخشا سازغا كۆڭۈل بۆلەتتى.

غِنَائِيٌّ: ناخشا ئېيتىلغان، ناخشىلىق؛ لىرىكىلىق.

غِنَائِيَّةٌ ج غِنَائِيَّاتٌ: كونسېرت، تىياتىر.

حَفْلَةٌ غِنَائِيَّةٌ: ناخشا كېچىلىكى، كونسېرت.

غُنَاجٌ: ناز قىلماق، ئەركىلىمەك، غىلجىڭلىماق.

غَنِجَ يَغْنَجُ غَنَجًا: ناز قىلدى، ئەركىلىدى.

غُنُجٌ: ناز قىلماق، ئەركىلىمەك، غىلجىڭلىماق، بۇلاق كۆز.

غَنِجَةٌ: ئەركە ـ نايناق.

غَنْدَرَ يُغَنْدِرُ غَنْدَرَةً: زىننەتلىدى، ياسىدى.

غُنْدُرٌ: سېمىز، تولغان.

غُنْدُورٌ ج غَنَادِرَةٌ: يۇمشاق، سىلىق، چىرايلىق يىگىت.

غَنِصَ يَغْنَصُ غَنَصًا: ئىچى سىقىلدى، زېرىكتى.

غَنِمَ يَغْنَمُ غُنْمًا الشَّيْءَ: نەرسىگە ئىگە بولدى، ئېرىشتى، مۇۋەپپەق بولدى.

غَنِمَ الْفُرْصَةَ: پۇرسەتتىن پايدىلاندى.

غَنِمَ يَغْنَمُ غُنْمًا وَ غَنِيمَةً: غەنىيمەت ئالدى، غەنىيمەتكە ئېرىشتى.

﴿فَكُلُوا مِمَّا غَنِمْتُمْ حَلَالًا طَيِّبًا﴾ «قرآن»: غەنىيمەت ئالغان نەرسىلەرنى هالال ۋە پاك بىلىپ يەڭلار.

غَنَمٌ ج أَغْنَامٌ وَ غُنُومٌ وَ أَغَانِمُ: قوي.

﴿وَمِنَ الْبَقَرِ وَالْغَنَمِ حَرَّمْنَا عَلَيْهِمْ شُحُومَهُمَا إِلَّا مَاحَمَلَتْ ظُهُورُهُمَا أَوِ الْحَوَايَا أَوْ مَا اخْتَلَطَ بِعَظْمٍ﴾ «قرآن»: ئۇلارغا كالا، قويلارنىڭ دۈمبىسىدىكى ياكى ئۈچەيلىرىدىكى، ياكى سۆڭەككە چاپلىشقان ياغلىرىدىن باشقا ياغلىرىنى هارام قىلدۇق.

هَذِهِ غَنَمٌ مُصَدَّرَةٌ: بۇ ئېكسپورت قىلىنغان قوي.

رَاعِي الْغَنَمِ: قوي باققۇچى، پادىچى.

غُنْمٌ ج غُنُومٌ: ئولجا، غەنىيمەت، هەربىي ئولجا؛ پايدا، مەنپەئەت.

اَلْغُنْمُ بِالْغُرْمِ: پايدا بىلەن زىيان بىر تۇغقان.

غَنَّ يَغَنّ غَنًّا وَ غُنَّةً: خىلك — خىلك گەپ قىلدى.

غَنَّ الرَّوْضَةُ: باغچە بۇك — باراقسان بولۇپ كەتتى.

غَنَّاءٌ ج غُنٌّ: بۇك — باراقسان.

رَوْضَةٌ غَنَّاءُ: بۇك — باراقسان باغ.

غَنَّامٌ ج غَنَّامُونَ: قويچى.

غُنَّةٌ: خىلك — خىلك ئاۋاز.

إِدْغَامٌ بِغُنَّةٍ: نۇن ساكىن ياكى تەنۋىننى، ياكى ۋۇ بىلەن، ياكى نۇن، ياكى مىم بىلەن كىرىشتۈرۈپ ئوقۇش، غۇننە بىلەن ئوقۇش.

غَنَّمَ يُغَنِّمُ تَغْنِيمًا ـ هُ: ئۇنىڭغا هەسسىلەپ بەردى، ئارتۇق ئىنئام قىلدى.

غَنَّى يُغَنِّي تَغْنِيَةً الشِّعْرَ: ناخشا ئېيتتى، غەزەل ئوقۇدى.

غَنَّى الْحَمَامُ: كەپتەر سايرىدى، دەمدە ئۇنلىدى.

«سَمِعْتُهُ يُغَنِّي فَأَطْرَبَنِي صَوْتُهُ»: ئۇنىڭ ناخشىسىنى ئاڭلاپ، ئاۋازىدىن مۇڭلاندىم.

غَنِيَ يَغْنَى غِنًى وَغَنَاءً الرَّجُلُ: كىشى باي بولدى،

مىلى جىقلىدى.

غَنِيَ بِالْمَكَانِ: ماكانلاشتى، ئولتۇراقلاشتى.

«هَاجَرَ مِنْ بَلَدِهِ طَمَعًا فِي أَنْ يَغْنَى»: باي بولۇش ئۈمىدى بىلەن يۇرتىدىن كۆچۈپ كەتتى.

«غَنِيَتِ الْمَرْأَةُ بِوَلَدٍ وَاحِدٍ»: ئايال بىر بالا بىلەن كۇپايىلەندى.

غَنِيَ عَنِ الشَّيْءِ: بىھاجەت بولدى.

غَنِيَ يَغْنَى غِنًى الرَّجُلُ: ئۆيلەندى، توي قىلدى.

غَنِيَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال نازىنىن بولدى.

غِنًى: بايلىق.

لاَ غِنًى لَهُ عَنْهُ: ئۇنىڭدىن ھېچكىم باش تارتالمايدۇ.

«نَحْنُ فِي غِنًى عَنْ مُنَاقَشَةِ هَذِهِ الْأُمُورِ»: مۇنداق ئىشلارنى تالاش-تارتىش قىلىشتىن بىز بىزار.

غُنْيَانٌ / غُنْيَةٌ / غنية: بايلىق، بىھاجەتلىك؛ زورۇر.

غَنِيمَةٌ ج غَنَائِمُ: ئولجا، غەنىيمەت، ھەربىي ئولجا؛ مەنپەئەت.

غَنِيمَةٌ بَارِدَةٌ: ھارام بايلىق، ھارام پايدا.

رَضِيَ مِنَ الْغَنِيمَةِ بِالإِيَابِ: مەقسىتىگە يېتەلمەي قايتتى.

غَنِيٌّ ج أَغْنِيَاءُ: باي، پۇلدار.

غَنِيٌّ عَنِ الْبَيَانِ: ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇم، چۈشەندۈرۈش ھاجەتسىز.

اَلْغَنِيّ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، ئاللاھ ھەممىدىن بىھاجەت، دېگەن مەنىدە.

﴿وَاللهُ الغَنِيّ وَأَنْتُمُ الْفُقَرَاءُ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ (سىلەرنىڭ مال-مۈلكۈڭلاردىن) بىھاجەتتۇر. سىلەر بولساڭلار (ئاللاھقا) موھتاجسىلەر.

«أَرْضُنَا غَنِيَّةٌ بِالثَّرَوَاتِ الْمَعْدَنِيَّةِ»: بىزنىڭ زېمىنىمىز مول كان بايلىقلىرىغا ئىگە.

غَهِبَ يَغْهَبُ غَهَبًا عَنْهُ: ئۇنىڭدىن غايىپ بولدى، بىپەرۋالىق قىلدى، سەل قارىدى، ئۇنتۇپ قالدى.

غَهَبٌ: سەل قاراش.

غُوَاثٌ: ياردەم، ئىئانە.

غَوَايَةٌ: ئازغۇنلۇق، خاتالىق.

غَوْثٌ: ياردەم، ئىئانە، قۇتقۇزۇش.

اَلْغَوْثُ: سىمسىز ئاپپارات بىلەن قۇتقۇزۇشنى تەلەپ قىلىش سىگنالى.

وَاغَوْثَاهُ: ۋايجان، قۇتقۇزۇڭلار، داد-پەرياد.

وكَالَةُ غَوْثِ اللاَّجِئِينَ: بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتىغا قاراشلىق مۇساپىرلارغا ياردەم بېرىش ۋاكالەتخانىسى.

غَوْرٌ ج أَغْوَارٌ وَ غِيرَانٌ: تېگى، ئاستى، تېگى-تەكتى، چوڭقۇر، چوڭقۇرلۇق، تېرەن.

غَوْرُ الأَرَاضِي: يەر ئاستى، يەرنىڭ ئىچكى قىسمى.

بَعِيدُ الْغَوْرِ: بەك چوڭقۇر، يىراقنى كۆرەمەك.

قَرِيبُ الْغَوْرِ: تېيىز.

قَتَلَهُ غَوْرًا: ئۇنى يوشۇرۇن ئۆلتۈردى.

﴿قُلْ أَرَأَيْتُمْ إِنْ أَصْبَحَ مَاؤُكُمْ غَوْرًا فَمَنْ يَأْتِيكُمْ بِمَاءٍ مَعِينٍ﴾ «قۇرئان»: (ئۇلارغا): «ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ؟ (سۈيۈڭلار يەر ئاستىغا) سىڭىپ كەتسە، سىلەرگە كىم ئېقىن سۇ كەلتۈرۈپ بېرىدۇ»، دېگىن.

سَبَرَ غَوْرَهُ: ئۇنى سىناپ كۆردى، ئۇنىڭ ماھىيىتىنى تونۇدى.

أَغْوَارُ الظَّلاَمِ: زۇلمەت قاراڭغۇلۇق.

إِنْتَقَلَ مِنَ الْجَبَلِ إِلَى الأَغْوَارِ: تاغدىن پەسكە يۆتكەلدى.

رَسَبَ فِي غَوْرِ الإِنَاءِ: قاچىنىڭ تېگىدە تىنىپ قالدى.

غَوْرَةٌ: چۈشلۈك ئۇيقۇ.

اَلْغَوْرَةُ: قۇياش.

غُورِيلاّ ج غُورِيلاَّتٌ: ئورانگۇتان، گورىللا مايمۇن.

غَوْصٌ: سۇغا چۆكمەك، سۇغا شۇڭغۇماق.

جِهَازُ الْغَوْصِ: غەۋۋاسلىق ئۈسكۈنىلىرى.

غَوْطٌ وَ غَوْطَةٌ ج غُوطٌ وَ غِيَاطٌ وَ غِيطَانٌ: ئويمان يەر، چوڭقۇرلۇق، ئازگال.

غُوطٌ: چوڭقۇرلۇق، چوڭقۇرلۇق دەرىجىسى.

غُوطَةٌ ج غُوطَاتٌ: تۆسۈملۈكلەر باغچىسى، بوستانلىق.

غَوْغَاءُ: پەسكەش، رەزىل، كاللا كېسەر، جەمئىيەت داشقاللىرى.

غَوْلٌ: باش ئاغرىقى؛ مەستلىك؛ يىراق چۆللۈك، مۇشەققەت، قىيىنچىلىق.

﴿لاَ فِيهَا غَوْلٌ وَلاَ هُمْ عَنْهَا يُنْزَفُونَ﴾ ‹قرآن›: ئۇنىڭدا مەست قىلىدىغان نەرسە يوق، ئۇلار ئۇنى ئىچىش بىلەن مەست بولمايدۇ.

غُوْلٌ ج أَغْوَالٌ وَ غِيلاَنٌ: ئىسمى بار جىسمى يوق قورقۇنچلۇق مەۋھۇم بىر قۇش.

غُولَةٌ چىشى ئورانگۇتان.

غَوَّاصٌ ج غَوَّاصُونَ: غەۋۋاس، دېڭىزغا چۆككۈچى.

﴿وَالشَّيَاطِيْنَ كُلَّ بَنَّاءٍ وَّغَوَّاصٍ﴾ ‹قرآن›: سۇلايمانغا (كاتتا بىنالارنى سالالايدىغان) قۇرغۇچى ۋە (دېڭىزغا چۆكۈپ، ئۈنچە ـ مارجانلارنى ئېلىپ چىقالايدىغان) غەۋۋاس شەيتانلارنى بويسۇندۇرۇپ بەردۇق.

«أَخْرَجَ الْغَوَّاصُونَ بَعْضَ مُحْتَوَيَاتِ السَّفِيْنَةِ الْغَارِقَةِ»: غەۋۋاسلار چۆكۈپ كەتكەن كېمىنىڭ بەزى نەرسىلىرىنى تېپىپ چىقتى.

غَوَّاصَةٌ ج غَوَّاصَاتٌ: سۇ ئاستى پاراخوتى.

«أَغْرَقَتْ غَوَّاصَاتُ الْعَدُوِّ سُفُنَهُمُ التِّجَارِيَّةَ»: دۈشمەننىڭ ھەربىي پاراخوتلىرى ئۇلارنىڭ سودا كېمىلىرىنى سۇغا چۆكۈرۈۋەتتى.

غَوَّرَ يُغَوِّرُ تَغْوِيرًا الْمَاءُ: سۇ سىڭىپ كەتتى، چوڭقۇرلاپ كەتتى.

غَوَّصَ يُغَوِّصُ تَغْوِيْصًا الشَّيْءَ فِي الْمَاءِ: نەرسىنى سۇغا چۆكتۈردى، سۇغا پاتۇردى.

غَوَّطَ يُغَوِّطُ تَغْوِيطًا الْبِئْرَ: قۇدۇقنى چوڭقۇر كولىدى.

غَوَّى يُغَوِّي تَغْوِيَةً الرَّجُلَ: كىشىنى ئازدۇردى، يولدىن چىقاردى، قايمۇقتۇردى.

غَوَّى اللَّبَنَ: سۈتنى قېتىق ئۇيۇتتى.

غَوَى يَغْوِي غَيًّا الرَّجُلُ: ئازدى، گۇمراھ بولدى.

﴿وَعَصَى آدَمُ رَبَّهُ فَغَوَى﴾ ‹قرآن›: ئادەم پەرۋەردىگارىنىڭ (ئەمرىگە) خىلاپلىق قىلدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئازدى.

غَوَى الشَّيْطَانُ فُلاَنًا: پالاننى شەيتان ئازدۇردى.

غَوِيَ يَغْوَى غَوَايَةً: ئازدى، گۇمراھ بولدى، ھالاك بولدى.

غَوٍ: ئازغۇچى، نەپسى ـ خاھىشىغا بېرىلگۈچى.

غُوَيْثٌ: قۇتقۇزۇش بۇيۇمى.

غُوَيْطٌ: چوڭقۇر.

بِئْرٌ غُوَيْطَةٌ: چوڭقۇر قۇدۇق.

غَوِيٌّ ج أَغْوِيَاءُ م غَوِيَّةٌ ج غَوِيَّاتٌ: ئازغۇچى، قايمۇققۇچى، نەپسى ـ خاھىشىغا بېرىلگۈچى.

﴿قَالَ لَهُ مُوسَى إِنَّكَ لَغَوِيٌّ مُبِيْنٌ﴾ ‹قرآن›: مۇسا ئۇنىڭغا: «سەن ھەقىقەتەن ئاشكارا گۇمراھ ئىكەنسەن»، دېدى.

غَيْبٌ ج غِيَابٌ وَ غُيُوبٌ: غەيب، غايىب، يوشۇرۇن، سەزگۈ ئەزا بىلەن سەزگىلى بولمايدىغان.

سَمِعْتُ صَوْتًا مِنْ وَرَاءِ الْغَيْبِ: غايىبتىن بىر ئاۋاز ئاڭلىدىم.

عَالِمُ الْغَيْبِ: غەيبنى بىلگۈچى.

عَالَمُ الْغَيْبِ: غەيب دۇنيا، ئاخىرەت، ئۇ دۇنيا.

عَلاَّمُ الْغُيُوبِ: غەيبنى بىلگۈچى ئاللاھ.

غَيْبًا: يادلاپ، ياد ئېتىپ.

غَيْبًا وَ مَشْهَدًا: ئارقىسىدا ۋە ئالدىدا.

عَنْ ظَهْرِ غَيْبٍ: يادقا.

غِيَابٌ: قاتناشماسلىق، هازىر بولماسلىق.

غَيَابَةٌ ج غَيَابَاتٌ: كۆل نىۋرى؛ چوڭقۇرلۇق، قۇدۇقنىڭ تېگى.

﴿وَأَلْقُوهُ فِي غَيَابَةِ الْجُبِّ﴾ «قرآن»: ئۇنى قۇدۇققا تاشلىۋېتىڭلار.

غِيَابِيٌّ: بىۋاسىتە قاتناشمىغان، سىرتقى.

حكمٌ غِيَابِيٌّ: سىرتتىن چىقىرىلغان ھۆكۈم.

غِيَارٌ: ئۆزگەرتمەك، ئالماشتۇرماق، زاپچاس.

قِطْعَةُ غِيَارٍ: زاپچاسلار.

غِيَاثٌ: قۇتقۇزۇش بۇيۇمى.

غِيَاصَةٌ: غەۋۋاسلىق، غەۋۋاسلىق كەسپى.

غَيْبَةٌ: قاتناشماسلىق، كەلمەسلىك، ھازىر بولماسلىق، قەبرە، ئۇيمان يەر.

غِيْبَةٌ غەيۋەت.

«كَمْ مِنْ مَرَّةٍ نَهَيْتُكَ عَنْ غِيبَةِ النَّاسِ»: كىشىلەرنىڭ غەيۋىتىنى قىلىشتىن سېنى كۆپ قېتىم توستۇم.

غَيْبُوبَةٌ: ھوشسىزلىق، ھوشىنى يوقاتماق.

صَحَا مِنْ غَيْبُوبَتِهِ: ھوشىغا كەلدى.

غَيْبِيٌّ: مېتافىزىكىلىق.

غَيْثٌ ج غُيُوثٌ وَ أَغْيَاثٌ: يامغۇر.

نَزَلَ الْغَيْثُ فَنَبَتَ الْعشْبُ: يامغۇر يېغىپ، ئوت-چۆپلەر ئۈنۈپ كەتتى.

﴿وَهُوَ الَّذِي يُنَزِّلُ الْغَيْثَ مِنْ بَعْدِ مَا قَنَطُوا﴾ «قرآن»: ئۇلار (يامغۇرنىڭ يېغىشىدىن ئۈمىدسىزلەنگەندىن كېيىن)، ئاللاھ يامغۇر ياغدۇرۇپ بېرىدۇ.

غَيِدَ يَغْيَدُ غَيَدًا: ئېرغاڭلىدى.

غَيِدَتِ الْفَتَاةُ فِي مَشْيَتِهَا: قىز ئېرغاڭلاپ ماڭدى.

غَيَدٌ: يۇمشاقلىق، سىلىقلىق؛ زىلۋا.

غَيْدَاءُ ج غِيدٌ: نازىنىن، غۇنچە بوي ئايال.

غَيْرٌ: باشقىسى، غەيرىي، ئەمەس، ياق، يوق، بۆلەك، سىرت.

غَيْرُ صَافٍ پاكىز ئەمەس.

غَيْرُ مَشْرُوعٍ: ئۇيغۇن ئەمەس، قانۇنسىز.

عَلَى غَيْرِ الْعَادَةِ: غەيرىي، باشقىچە.

غَيْرُ مُفِيدٍ: پايدىسىز.

غَيْرُ رَسْمِيٍّ: غەيرىي رەسمىي.

﴿فَمَنِ اضْطُرَّ غَيْرَ بَاغٍ وَلَاعَادٍ فَلَا إِثْمَ عَلَيْهِ﴾ «قرآن»: كىمكى ئۆز ئىختىيارىچە ئەمەس، ئىلاجسىزلىقتىن ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە، ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.

عَلَى غَيْرِ أَسَاسٍ: ئاساسسىز.

غَيْرَ أَنَّ: لېكىن، بىراق، ئەمما، شۇنداق بولسىمۇ، يەنىلا.

إِلَى غَيْرِ رَجْعَةٍ: بارسا كەلمەسكە كەتمەك.

جَاءَ الطُّلَّابُ غَيْرَ مُحَمَّدٍ: مۇھەممەدتىن باشقا ئوقۇغۇچىلارنىڭ ھەممىسى كەلدى.

غَيْرُ وَاحِدٍ: پەقەت بىرلا.

كَلَامُكَ غَيْرُ مَفْهُومٍ: سۆزۈڭ چۈشىنىكسىز.

غَيْرُ مَأْلُوفٍ: يات، يېگانە.

فِي غَيْرِ الْكُلْفَةِ: بەھۇزۇر، ئەركىن، ئىختىيارى، بىمالال، تەبىئىي.

الْغَيَرُ ج أَغْيَارٌ: زاماننىڭ ئۆزگىرىشچان ۋەقەلىكلىرى.

غَيْرَانُ م غَيَارَى: كۈنلەمچى؛ قىزغىن؛ ۋىجدانلىق، غەيرەتلىك.

«نَدْعُو جَمِيعَ الْغَيَارَى عَلَى مَصْلَحَةِ الْوَطَنِ لِصَدِّ الْمُعْتَدِينَ»: ۋەتەننىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن بارلىق ۋىجدانلىق كىشىلەرنى تاجاۋۇزچىلارنى توسۇشقا چاقىرىمىز.

غِيْرَةٌ: كۈنلەش، قوروش؛ قىزغىنلىق، غەيرەت.

أَحْرَقَتِ الْغِيْرَةُ صَدْرَهُ: كۈنلەش ئۇنىڭ يۈرىكىنى

ئۆرتىدى.

غِيرَةٌ ج غِيَرٌ: ئۆزگەرتمەك، ئىسلاھ قىلماق.

غَيْرِيٌّ: خالىس، ئادىل، ئۆز مەنپەئىتىنى كۆزلىمەيدىغان.

غَيْرِيَّةٌ: خالىس، ئادىل، ئۆز مەنپەئىتىنى كۆزلىمەيدىغان.

غَيْسَرٌ ج غَيَاسِرُ: قەرەللىك ئارشاڭ.

غَيْضٌ: ئاز، ئازغىنە؛ چۇشۇپ كەتكەن ھامىلە.

أَعْطَاهُ غَيْضًا مِنْ فَيْضٍ: ئۇنىڭغا جىق نەرسىدىن ئازراق بەردى.

غَيْضَةٌ ج غِيَاضٌ: ئورمانلىق، توقايلىق.

غَيْطٌ. غَيْطَانٌ: ئېتىز؛ باغ، بوستان، ئېكىنزار.

غَيْطَانِيٌّ: يەر ئىگىسى، باغۋەن.

غَيْظٌ: غەزەپلەنمەك، ئاچچىقلانماق.

﴿عَضُّوا عَلَيْكُمُ الْأَنَامِلَ مِنَ الْغَيْظِ﴾ ‹قرآن›: ئۇلار سىلەرگە بولغان ئاچچىقىدىن بارماقلىرىنى چىشلەيدۇ.

غَيْلٌ ج أَغْيَالٌ وَ غُيُولٌ: ھامىلىدار ئايالنىڭ سۈتى، ئېقىن سۇ، بۇلاق سۈيى.

أُمّ غِيْلَانٍ: ئەرەب يىلىمى دەرىخى.

غِيْلَةٌ: مەككارلىق، ھىيلىگەرلىك، ئالدامچىلىق.

مَاتَ غِيْلَةً: زىيانكەشلىك بىلەن ئۆلدى.

قُتِلَ غِيْلَةً: ئۇ قەستلەپ ئۆلتۈرۈلدى.

غَيْلَمٌ ج غَيَالِمُ: ئەركەك تاشپاقا؛ قۇدۇقتىكى سۇ كۆزى؛ بىراۋ، بىركىم.

مَا بِالدَّارِ غَيْلَمٌ: ھويلىدا ھېچكىم يوق.

غَيْمٌ ج غُيُومٌ: بۇلۇت، قارا بۇلۇت.

«اِنْقَشَعَتِ الْغُيُومُ وَصَفَتِ السَّمَاءُ»: بۇلۇتلار تارقاپ، ئاسمان سۈزۈلدى.

تَلَبَّدَتِ السَّمَاءُ بِالْغُيُومِ: ئاسماننى بۇلۇت قاپلاپ كەتتى.

غَيْمَانٌ م غَيْمَى: ئۇسسۇز، چاڭقىغان.

غَيْهَبٌ ج غَيَاهِبُ: قاراڭغۇ، زۇلمەت.

«أَلْقَى بِهِمْ فِي غَيَاهِبِ السِّجُونِ»: ئۇلارنى قاراڭغۇ زىندانغا تاشلىدى.

غَيُورٌ: كۈنلەمچى؛ قىزغىن، غەيرەتلىك، قورۇغۇچى.

«كَانَ غَيُورًا فَلَمْ تَسْتَطِعْ زَوْجَتُهُ الْعَيْشَ مَعَهُ»: ئۇنىڭ كۈنلەمچىلىكىدىن ئايالى ئۇنىڭ بىلەن ئۆتۈشكە مۇمكىن بولمىدى.

غَيَّا يُغَيِّي تَغْيِيَةً الرَّايَةَ: بايراق قاداىدى.

غَيٌّ: گۇمراھلىق، ئازغۇنلۇق؛ زىيانكارلىق.

﴿قَدْ تَبَيَّنَ الرُّشْدُ مِنَ الْغَيِّ﴾ ‹قرآن›: ھىدايەت گۇمراھلىقتىن ئېنىق ئايرىلدى.

تَمَادَى فِي غَيِّهِ: گۇمراھلىقتا ئەزۋەيلەپ كەتتى.

غَيَّانٌ: ئازغۇچى، نەپسى-خاھىشىغا بېرىلگۈچى.

غَيَّبَ يُغَيِّبُ تَغْيِيبًا: يوشۇردى؛ يوشۇرۇندى.

غَيَّبَ عَنْهُ: ئۇنىڭدىن يىراقلاشتى.

«لَمْ يُقَدِّرْهُ النَّاسُ إِلَّا بَعْدَ أَنْ غُيِّبَ»: كىشىلەر ئۇنىڭ پەقەت ئۆلگەندىن كېيىنلا قەدرىنى بىلدى.

غَيَّةٌ: خاتا، خاتالىق؛ ئازغۇنلۇق، گۇمراھلىق، ئىشتىياق.

اِبْنُ غَيَّةٍ: نىكاھسىز تۇغۇلغان بالا.

غَيَّرَ يُغَيِّرُ تَغْيِيرًا الشَّيْءَ: ئالماشتۇردى، تېگىشتى؛ ئۆزگەرتتى.

﴿إِنَّ اللهَ لَا يُغَيِّرُ مَا بِقَوْمٍ حَتَّى يُغَيِّرُوا مَا بِأَنْفُسِهِمْ﴾ ‹قرآن›: ھەر قانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگۈچە، ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ.

غَيَّرَ فِكْرَةً: پىكرىنى ئۆزگەرتتى.

غَيَّرَ مَلَابِسَهُ: كىيىملىرىنى يەڭگۈشلىدى.

«غَيَّرَتْهُ غِيَرُ الدَّهْرِ فَأَصْبَحَ إِنْسَانًا آخَرَ»: زاماننىڭ ۋەقەلىرى ئۇنى باشقىچە بىر ئادەمگە ئۆزگەرتىۋەتتى.

غَيَّضَ يُغَيِّضُ تَغْيِيضًا الأَسَدُ: يولـــۋاس ئورمانلىققـا كۆنۈپ كەتتى.

غَيَّضَ فُلَانٌ الثَّمَنَ: باھانى چۈشۈردى.

غَيَّضَ دَمْعَهُ: يىشىنى توختاتتى.

غَيَّظَ يُغَيِّظُ تَغْيِيظًا: ئۇنـىـڭ ئـاچچىقىنى كەلتۈردى، ئۇغىسىنى قايناتتى.

غَيَّمَ يُغَيِّمُ تَغْيِيمًا السَّمَاءُ: ئاسمان بۇلۇتلـۇق بولـدى، ھاۋا تۇتۇق بولدى.

# ف

ف (الفاء): ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ 20 ـ ھەرپى بولۇپ، ئەبجەد ھېسابىدا «80»نى كۆرسىتىدۇ.

ف: ئىسىم ياكى پېئىل بىلەن بىر قاتاردا كېلىدىغان باغلىغۇچى بولۇپ، ئىلگىرىكى ۋە ئاخىرىدىكى باغلىغۇچىلىق تەرتىپىنى بىلدۈرۈپ، ئۇيغۇر تىلىدا «لا»، «يەنە»، «شۇنىڭ بىلەن»، «ئاندىن كېيىن» دېگەنگە ئوخشاش مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن، يَوْمًا فَيَوْمًا: كۈندىن ـ كۈنگە، كۈنسايىن، سَنَةً فَسَنَةً: يىلمۇيىل.

«كَتَبَ مَكْتُوبًا فَأَرْسَلَهُ»: ئۇ خەت يېزىپلا سېلىۋەتتى.

«جَاءَ زَيْدٌ فَعَمْرٌو»: زەيدتىن كېيىن ئەمر كەلدى.

فَاءَ يَفِيءُ فَيْئًا: قايتتى، ياندى.

فَاءَ إِلَى سَكِينَتِهِ: تىنچلاندى، خاتىرجەم بولدى.

فَاءَ الْغَنِيمَةَ: غەنىيمەت ئالدى، ئولجا ئالدى.

﴿فَقَاتِلُوا الَّتِي تَبْغِي حَتَّى تَفِيءَ إِلَى أَمْرِ اللهِ﴾ ‹قرآن›: تاجاۋۇز قىلغۇچى تاكى ئاللاھنىڭ ھۆكۈمىگە قايتقانغا قەدەر ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشۇڭلار.

فَاءَ الظِّلُّ: سايە يۆتكەلدى، ئالماشتى.

فَاءَتِ الشَّجَرَةُ: دەرەخ سايە تاشلىدى.

فَاتَ يَفُوتُ فَوْتًا وَ فَوَاتًا الْأَمْرُ: ئىشنىڭ ۋاقتى ئۆتتى، تۈگىدى.

﴿فَأَثَابَكُمْ غَمًّا بِغَمٍّ لِكَيْلَا تَحْزَنُوا عَلَى مَافَاتَكُمْ﴾ ‹قرآن›: قولۇڭلاردىن كەتكەن نەرسىگە قايغۇرماسلىقىڭلار ئۈچۈن ئاللاھ سىلەرگە غەم ئۈستىگە غەم بەردى (يەنى، سىلەرنى غەنىيمەتتىن مەھرۇم قىلغاننىڭ ئۈستىگە مەغلۇبىيەت بىلەن جازالىدى).

فَاتَهُ الْفُرْصَةُ: پۇرسەت قولدىن كەتتى.

فَاتَهُ قِطَارُ الزَّوَاجِ: تويى قىلىش ۋاقتى ئۆتۈپ كەتتى.

كَادَ الْقِطَارُ يَفُوتُنِي: پويىزغا ئۈلگۈرەلمىگىلى تاس قالدىم.

فَائِجٌ ج فَوَائِجُ: بوغاز تۆگە.

فَاتَحَ يُفَاتِحُ مُفَاتَحَةً: سۆزلەشتى، ئاۋۋال ئېغىز ئاچتى.

«سَأُفَاتِحُ الْمُدِيرَ فِي شَأْنِ تَرْقِيَتِكَ»: سېنى ئۆستۈرۈش توغرىسىدا مۇدىر بىلەن سۆزلەشمەكچىمەن.

فَاتِحٌ ج فَتَحَةٌ وَ فَاتِحُونَ: ئاچقۇچى؛ قوماندان؛ باشلىغۇچى؛ كەشىپ قىلغۇچى.

فَاتِحُ الْبُلْدَانِ: غالىب، يەڭگۈچى، ئازاد قىلغۇچى.

﴿رَبَّنَا افْتَحْ بَيْنَنَا وَبَيْنَ قَوْمِنَا بِالْحَقِّ وَأَنْتَ خَيْرُ الْفَاتِحِينَ﴾ ‹قرآن›: پەرۋەردىگارىمىز! بىز بىلەن قوۋمىمىزنىڭ ئارىسىدا ھەق ھۆكۈم چىقارغىن. سەن ھۆكۈم چىقارغۇچىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇرسەن.

فَاتِحٌ ج فَوَاتِحُ: ئوچۇق.

لَوْنٌ فَاتِحٌ: ئوچۇق رەڭ.

لَا أُحِبُّ اللَّوْنَ الْفَاتِحَ: ئوچۇق رەڭنى ياقتۇرمايمەن.

فَاتِحَةٌ ج فَوَاتِحُ: ئەۋۋەلى، دەسلىپى، باشلىنىشى.

فَاتِحَةُ الْكِتَابِ: كىتابنىڭ مۇقەددىمىسى.

الْفَاتِحَةُ: سۈرە فاتىھە.

فَاتِرٌ: يىلمان، مۆتىدىل.

مَاءٌ فَاتِرٌ: ئىلمان سۇ.

فَاتِرُ الْهِمَّةِ: چۈشكۈن، روھسىز.

«لَقَدْ كَانَ الْيَوْمُ فَاتِرَ الْهِمَّةِ جِدًّا وَ هَذَا بِسَبَبِ مَرَضِهِ»: بۈگۈن ئۇ ناھايىتى روھسىزلىنىپ كېتىپتۇ، بۇ ئۇنىڭ كېسەللىك سەۋەبىدىندۇر.

فَاتِكٌ ج فُتَّاكٌ: قاتىل، ئادەم ئۆلتۈرگۈچى؛ جۈرئەتلىك، سۇيىقەست قىلغۇچى.

فَاتِنٌ: قايمۇقتۇرۇپ قالغۇچى، گاڭگىراپ قالغۇچى؛ ئازدۇرغۇچى.

﴿مَا أَنْتُمْ عَلَيْهِ بِفَاتِنِينَ﴾ «قرآن»: سىلەر ... كىشىدىن باشقا ھېچ ئادەمنى ئازدۇرالمايسىلەر.

فَاتُورٌ: ئىلمان، مۆتىدىل.

فَاتُورَةٌ ج فَاتُورَاتٌ: ئىسچوت؛ مىسال، نۇسخا، ئۆلگە، مال تىزىملىكى.

فَاتُورَةُ الْحِسَابِ: ئۆلگە، تالون.

فَاتُورَةٌ صُورِيَّةٌ: بېۋۇژېت، خام چوت، ھېسابات تالونى.

«طَالَبَ الْبَائِعَ بِفَاتُورَةِ الْبِضَاعَةِ»: خېرىدار مالنىڭ تالونىنى تەلەپ قىلدى.

فَاتِيكَانُ: ۋاتىكان (جاي نامى).

فَاثُورٌ ج فَوَاثِيرُ: مەرمەر ئۈستەل.

فَاجَ يَفُوجُ فَوْجًا الْمِسْكُ: ئىپار پۇرىقى تارالدى.

فَاجَ النَّهَارُ: كۈندۈز سوغۇق بولدى، سوۋۇدى.

فَاجَ يَفِيجُ فَيْجًا: تارالدى، تارقىدى، يامرىدى، تەپتى.

«فَاجَتِ الدَّابَّةُ بِرِجْلَيْهَا»: ئۇلاغ ئىككى پۇتى بىلەن تەپتى.

فَاجَأَ يُفَاجِأُ مُفَاجَأَةً: ئۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قىلدى، تۇيۇقسىز كەلدى.

«لَمْ يُفَاجِئْنِي إِنْتِصَارُهُ عَلَى خَصْمِهِ»: ئۇنىڭ دۈشمىنى ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشى ماڭا تاسادىپىيلىق تۇيۇلمىدى.

فَاجِئٌ: كۈتۈلمىگەن، ئويلانمىغان، تاسادىپىيلىق.

فَاجَرَ يُفَاجِرُ فِجَارًا وَ مُفَاجَرَةً الْمَرْأَةَ: ئايال بىلەن بۇزۇقچىلىق قىلدى.

فَاجِرٌ ج فَجَرَةٌ وَ فَاجِرُونَ وَ فُجَّارٌ: زىناخور، پاھىشىۋاز، پاسىق، گۇناھكار.

﴿أُولَائِكَ هُمُ الْكَفَرَةُ الْفَجَرَةُ﴾ «قرآن»: بۇلار بولسا كاپىرلاردۇر، فاجىرلاردۇر.

فَاجِرَةٌ: بۇزۇق ئايال، پاھىشە.

يَمِينٌ فَاجِرَةٌ: يالغان قەسەم.

فَاجِعٌ: كىشىنى ئازابلىغۇچى، رەنجىتكۈچى، دەرد ـ ئەلەمگە سالغۇچى؛ ھەسرەت چەكتۈرگۈچى.

فَاجِعَةٌ ج فَوَاجِعُ: تراگېدىيە، پاجىئە، بالا ـ قازا، ئاپەت، مۇسىبەت.

فَاجِعَةُ الطَّائِرَةِ: ئايروپىلان ھادىسىسى.

«كَانَ مَوْتُ رَئِيسٍ فَاجِعَةً كَبِيرَةً لِلْأُمَّةِ»: رەئىسنىڭ ئۆلۈشى مىللەت ئۈچۈن پاجىئە بولدى.

فَاحَ يَفُوحُ فَوْحًا وَ فُؤُوحًا وَ فَوَحَانًا الْمِسْكُ: ئىپار خۇش پۇراق چاچتى.

فَاحَتِ الرَّائِحَةُ: پۇراق تارقالدى.

فَاحَتِ الْقِدْرُ: قازان قايىنىدى.

«فَاحَتْ مِنْهُ رَائِحَةُ الْخَمْرِ»: ھاراقنىڭ پۇرىقى كەلدى.

فَاحَ يَفِيحُ فَيْحًا وَ فَيَحَانًا الْحَرُّ: ئىسسىق قايناپ كەتتى، قىزىپ كەتتى.

فَاحَتِ الرَّائِحَةُ: خۇش پۇراق تارقالدى.

فَاحِشٌ: ھەددىدىن ئاشقان؛ بىمەنە؛ يامان، سەت.

قَوْلٌ فَاحِشٌ: سەت گەپ.

ذَنْبٌ فَاحِشٌ: قاتتىق گۇناھ.

خَطَأٌ فَاحِشٌ: چوڭ خاتالىق.

«إِنَّ اللهَ يُبْغِضُ الْفَاحِشَ الْبَذِيَّ» «حديث»: شۈبھىسىزكى، ئاللاھتائالا يامان سۆز قىلغۇچى، سۆرەن سالغۇچى ئادەمنى يامان كۆرىدۇ.

ثَرَاءٌ فَاحِشٌ: چوڭ بايلىق.

غَلَاءٌ فَاحِشٌ: ھەددىدىن ئارتۇق قىممەتچىلىك.

فَاحِشَةٌ ج فَوَاحِشُ: پاھىشە ئايال، بۇزۇق ئايال؛ ئېغىر گۇناھ، يامان ئىش؛ زىنا.

﴿حَرَّمَ رَبِّيَ الْفَوَاحِشَ﴾ «قرآن»: پەرۋەردىگارىم يامان ئىشلارنى ھارام قىلدى.

فَاحَصَ يُفَاحِصُ مُفَاحَصَةً: بىر-بىرىنىڭ ئەيىبىنى ئېچىشتى.

فَاحِصٌ: تەكشۈرگۈچى.

فَاحِصُ حِسَابَاتٍ: ھېسابات تەكشۈرگۈچى.

فَاحِمٌ: قارا.

شَعْرٌ فَاحِمٌ: قاپقارا چاچ.

أَسْوَدُ فَاحِمٌ: قاپقارا.

فَاخَ يَفُوخُ فَوْخًا وَ فَوَخَانًا الرَّجُلُ: يەل قويۇۋەتتى.

فَاخَتِ الرِّيحُ: شامال گۈركىرەپ چىقتى.

فَاخَ يَفِيخُ فَيْخًا وَ فَيَخَانًا الرَّجُلُ: يەل قويۇۋەتتى، ئوسۇردى.

فَاخِتَةٌ ج فَوَاخِتُ: پاختەك.

فَاخَرَ يُفَاخِرُ مُفَاخَرَةً وَ فِخَارًا غَيْرَهُ: شان-شەرەپنى قولغا كەلتۈردى، پەخرى قىلىشتى.

فَاخِرٌ: پەخىرلەنگۈچى؛ پەخرى قىلغۇچى؛ ئېسىل، ياخشى، مۇنەۋۋەر، ئالىي دەرىجىلىك.

الْقِطَارُ الْفَاخِرُ: زىننەتلىك پويىز.

ثَوْبٌ فَاخِرٌ: ھەشەمەتلىك كىيىم.

فُنْدُقٌ فَاخِرٌ: ھەشەمەتلىك مېھمانخانا.

هَدِيَّةٌ فَاخِرَةٌ: قىممەتلىك سوۋغا.

وَلِيْمَةٌ فَاخِرَةٌ: ئېسىل زىياپەت.

فَاخُورَةٌ ج فَوَاخِيرُ: ساپال بۇيۇملار زاۋۇتى.

«جَمِيْعُ هَذِهِ الْأَوَانِي الْجَمِيْلَةِ صُنِعَتْ فِي هَذِهِ الْفَاخُورَةِ»: بۇ چىرايلىق قاچا-قۇچىلارنىڭ ھەممىسى مۇشۇ ساپال بۇيۇملار زاۋۇتىدا ياسالغان.

فَادَ يَفُودُ فَوْدًا: ئۆلدى، ۋاپات بولدى.

فَادَ الْمَالُ لِفُلَانٍ: مال پالانىغا مۇقىملاشتى.

فَادَ الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: نەرسىنى نەرسىگە ئارىلاشتۇردى.

فَادَ يَفِيْدُ فَيْدًا الرَّجُلُ: غادايدى، گەدەيدى، مەغرۇرلاندى.

فَادَ لَهُ فَائِدَةً: پايدا ئالدى، پايدىغا ئېرىشتى.

فَادَ الْمَالُ لِفُلَانٍ: مال پالانىغا مۇقىملاشتى.

فَادِحٌ: قىيىن، ئېغىر، ھەددىدىن ئارتۇق.

فَادِحَةٌ ج فَوَادِحُ: بالايىئاپەت، مۇسىبەت، ھادىسە، بالا-قازا.

«لَمْ يَأْتِ يَوْمٌ لَنَا لَمْ نُلْقِ فَادِحَةً وَمَا مَضَتْ لَيْلَةٌ فِيْهَا اسْتِرَاحَاتٌ»: بىزنىڭ كۈنلىرىمىز دېگۈدەك پاجىئە ئىچىدە ئۆتتى. بىرەر كېچىنىمۇ ئارامدا ئۆتكۈزۈپ باقمىدۇق.

خَسَارَةٌ فَادِحَةٌ: ئېغىر زىيان.

مَطَالِبُ فَادِحَةٌ: جىددىي تەلەپ.

«إِنَّ وَفَاتَهُ لَخَاسِرَةٌ فَادِحَةٌ لَاتُعَوَّضُ»: ئۇنىڭ ۋاپاتى تولدۇرغىلى بولمايدىغان زور يوقىتىشتۇر.

فَادِرٌ ج فُدْرٌ وَ فَوَادِرُ: سىۋۇپ قالغان پىششىق گۆش.

فَادِمٌ ج فَوَادِمُ: تىك سىزىق؛ ئاسما.

فَادِنٌ ج فَوَادِنُ: تىك سىزىق؛ ئاسما.

فَادَى يُفَادِي مُفَادَاةً وَ فِدَاءً الْأَسِيْرَ: تۆلەم بېرىپ ئەسىرنى قۇتقۇزۇۋالدى.

﴿وَإِنْ يَأْتِيْكُمْ آسَارَى تُفَادُوهُمْ﴾ «قرآن»: ئۇلار ئەسىر چۈشۈپ كەلسە، فىدىيە بېرىپ

قوتقۇزۇۋالسىلەر.

فَادِي (الفادي): پىديە بېرىپ قايتۇرۇۋالغۇچى.

فَارَ يَفُورُ فَوْرًا وَ فَوَرَانًا وَ فُؤُورًا الْمَاءُ: سۇ ئېتىلىپ چىقتى.

فَارَتِ الْقِدْرُ: قازان قايناپ تاشتى.

فَارَ غَضَبُهُ: ئوغسى قايندى، غەزىپى تاشتى.

فَارَتِ النَّارُ: ئوت يالقۇنجاپ كۆيدى.

﴿حَتَّى إِذَا جَاءَ أَمْرُنَا وَ فَارَ التَّنُّورُ﴾ «قرآن»: (توپان بالاسى توغرىسىدىكى) بۇيرۇقىمىز يېتىپ كەلگەن ۋە يەر يۈزىدىن سۇ ئېتىلىپ چىققان چاغدا.

فَارَ الْعِرْقُ: تومۇر كۆپۈپ قالدى.

فَأْرٌ ـ فَأْرَةٌ: چاشقان.

فَأْرُ الْخَيْلِ: ئاغمخان.

فَأْرُ الْغَيْطِ: دالا چاشقىنى، قارىغۇ چاشقان.

لَعِبَ الْفَأْرُ فِي عُبِّهِ: گۇمانلاندى، شەك كەلتۈردى.

فَارَّ يُفَارُّ مُفَارَّةً: بىر-بىرىنى تەكشۈرۈشتى.

فَارٌّ: قاچقۇچى، قېچىپ كەتكۈچى، قاچقۇن.

فَارِسٌ: ئىرانلىق.

فَارِسٌ ج فُرْسَانٌ وَ فَوَارِسُ: ئاتلىق؛ ئات ئىگىسى، چەۋەنداز.

«دَرَّبَهُ أَبُوهُ مُنْذُ صِغَرِهِ عَلَى رُكُوبِ الْخَيْلِ فَأَصْبَحَ فَارِسًا مَاهِرًا»: ئاتىسى ئۇنى كىچىكىدىن باشلاپ ئات مىنىشنى ئۆگەتتۈۋىدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇ چەۋەندازغا ئايلاندى.

فَارِسِيٌّ: ئىرانىلىك، ئىرانلىق؛ ئوتقا چوقۇنغۇچى، ئاتەشپەرەس.

فَارِسِيَّةٌ: پارسچە.

اللُّغَةُ الْفَارِسِيَّةُ: پارس تىلى.

فَارِضٌ: قەدىمىي، كونا، يەرائىز ئىلمىغا ماھىر ئادەم؛ چوڭ، توم.

بَقَرَةٌ فَارِضٌ: قېرى كالا.

﴿إِنَّهَا بَقَرَةٌ لَا فَارِضٌ﴾ «قرآن»: ئۇ كالا قېرى ئەمەس.

فَارِضَةٌ ج فَارِضَاتٌ وَ فَوَارِضُ: قېرى تۆگە.

فَارَطَ يُفَارِطُ مُفَارَطَةً وَ فِرَاطًا: ئىلگىرىلىدى، ئالدىغا ئۆتۈپ كەتتى.

فَارِطٌ ج فُرَّاطٌ: ئۆتۈپ كەتكەن، ئىلگىرى.

الْأُسْبُوعُ الْفَارِطُ: ئۆتكەن ھەپتە.

السَّنَةُ الْفَارِطَةُ: ئالدىنقى يىلى.

فَارِعٌ: ئېگىز، ئۇزۇن.

فَارِعُ الْجِسْمِ: ئۇزۇنتۇرا، ئېگىز بوي.

فَارِعُ الْقَامَةِ: قامەتلىك.

فَارِغٌ: بوش، قۇرۇق، بىكار.

كَلَامٌ فَارِغٌ: قۇرۇق گەپ، بىكار گەپ.

إِنْتَظَرَ بِفَارِغِ الصَّبْرِ: تاقەتسىزلىك بىلەن كۈتتى.

إِنَاءٌ فَارِغٌ: قۇرۇق قاچا.

مَكَانٌ فَارِغٌ: بوش ئورۇن.

﴿وَأَصْبَحَ فُؤَادُ أُمِّ مُوسَى فَارِغًا﴾ «قرآن»: مۇسانىڭ ئانىسى ئەس-ھوشىنى يوقاتتى.

«لَا أُرِيدُ الْاِسْتِمَاعَ إِلَى هَذِهِ الْأَقْوَالِ الْفَارِغَةِ»: بۇ قۇرۇق سۆزلەرنى ئاڭلاشنى خالىمايمەن.

إِمْرَأَةٌ فَارِغَةٌ: تۇل ئايال.

فَارَقَ يُفَارِقُ مُفَارَقَةً وَ فِرَاقًا الرَّجُلُ غَيْرَهُ: كىشى باشقىسىدىن ئايرىلدى، ئاجراپ كەتتى، ياندى.

﴿فَأَمْسِكُوهُنَّ بِمَعْرُوفٍ أَوْ فَارِقُوهُنَّ بِمَعْرُوفٍ﴾ «قرآن»: ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە يېنىشىڭلار ياكى ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە ئۈزۈلىشىپ كېتىڭلار.

فَارَقَ الْبَلَدَ: شەھەردىن ئايرىلدى.

فَارِقٌ ج فُرَّاقٌ م فَارِقَةٌ ج فَارِقَاتٌ وَ فَوَارِقُ: ھەق-ناھەقنى پەرق ئەتكۈچى، (بىر ئىشلارنى) ئايرىغۇچى، پارچە بولۇت.

﴿فَالْفَارِقَاتِ فَرْقًا﴾ «قرآن»: (ھەق بىلەن باتىلنىڭ،

هارام بىلەن ھالالنىڭ ئارىسىنى ئايرىغۇچى پەرىشتىلەر بىلەن قەسەمكى...

فَارِكٌ ج فَوَارِكُ: ئېرىگە ئۆچ ئايال، ئېرى بىلەن كۆڭۈلسىز ئايال.

فَارِهٌ ج فُرْهٌ وَ فُرَّهٌ: شوخ، تېتىك، روھلۇق، گۈزەل، چىرايلىق؛ ماھىر، پۇختا.

﴿وَتَنْحِتُونَ مِنَ الْجِبَالِ بُيُوتًا فَارِهِينَ﴾ ‹قۇرئان›: خۇشال ھالدا تاغلارنى تېشىپ ئۆي ياسامسىلەر.

غُلاَمٌ فَارِهٌ: چىرايلىق بالا.

رَكِبَ دَابَّةً فَارِهَةً: تۇسۇن ئۇلاغنى مىندى.

فَارُوقٌ: خەۋپلىك، قورقۇنچلۇق؛ ھەق-ناھەقنى ئايرىغۇچى؛ قورقۇنچاق.

الْفَارُوقُ: ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ تەخەللۇسى، چۈنكى ئۇ ھەق-ناھەقنى ئايرىيتتى.

فَارُوقَةٌ: قورقۇنچاق، يۈرەكسىز.

تِرْيَاقٌ فَارُوقِيٌّ: يىلان چاققاندا ئىشلىتىلىدىغان زەھەر قايتۇرۇش دورىسى.

فَازَ يَفُوزُ فَوْزًا بِالْأَمْرِ: يەڭدى، غەلىبە قىلدى، ئېرىشتى، مۇۋەپپەقىيەت قازاندى.

فَازَ مِنَ الْمَكْرُوهِ: يامان ئىشتىن قۇتۇلدى، ئامان قالدى.

﴿وَمَنْ يُطِعِ اللهَ وَرَسُولَهُ فَقَدْ فَازَ فَوْزًا عَظِيمًا﴾ ‹قۇرئان›: كىمكى ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلسا، زور مۇۋەپپەقىيەت قازانغان بولىدۇ.

فَازَ بِجَائِزَةٍ: مۇكاپاتقا ئېرىشتى.

فَازَ بِالنَّجَاحِ: مۇۋەپپەقىيەت قازاندى.

«أَتَمَنَّى أَنْ تَفُوزُوا فِي الْمُبَارَاتِ»: مۇسابىقىدە سىلەرنىڭ غەلىبە قىلىشىڭلارنى ئۈمىد قىلىمەن.

فَازُورَةٌ ج فَوَازِيرُ: تېپىشماق، مۇئەممىا.

فَأْسٌ: پالتا.

فَاسِدٌ ج فَاسِدُونَ: بۇزۇق، چىرىك؛ بۇزغۇنچى، ئىناۋەتسىز.

فَاسِدُ الْأَخْلاَقِ: ئەخلاقسىز.

فَاسِقٌ ج فَسَقَةٌ وَ فُسَّاقٌ وَ فَاسِقُونَ فَاسِقَةٌ ج فَاسِقَاتٌ وَ فَوَاسِقُ: فاسىق، گۇناھكار؛ زىناخور؛ گۇمراھ، توغرا يولدىن ئاداشقان، ئازغۇن.

﴿أَفَمَنْ كَانَ مُؤْمِنًا كَمَنْ كَانَ فَاسِقًا لاَ يَسْتَوُونَ﴾ ‹قۇرئان›: مۆمىن ئادەم پاسىق ئادەمگە ئوخشامدۇ؟ ئۇلار (ئاخىرەتلىك ساۋابتا) باراۋەر ئەمەس.

فَاشَ يَفِيشُ فَيْشًا الرَّجُلُ: پەخىرلەندى، تەكەببۇرلۇق قىلدى، چوڭچىلىق قىلدى.

فَاشٍ (الفاشي): تاراپ كەتكۈچى، يېيىلىپ كەتكۈچى.

فَاشِيَةٌ ج فَوَاشٍ: تارىلىپ كەتكەن چارۋا.

فَاشِيٌّ ج فَاشِيُّونَ وَ فَاشِسْتِيٌّ: فاشىست.

فَاصَ يَفِيصُ فَيْصًا مِنَ الْأَمْرِ: ئىشتىن چەتنىدى.

فَاصَلَ يُفَاصِلُ مُفَاصَلَةً: ئايرىلدى، ئاجراشتى.

فَاصَلَ شَرِيكَهُ: شېرىكىدىن ئايرىلىپ كەتتى.

فَاصَلَ الْبَائِعُ فِي الثَّمَنِ: مال ساتقۇچى بىلەن باھا تالاشتى.

فَاصِلٌ: ئايرىغۇچى، كەسكۈچى.

حُكْمٌ فَاصِلٌ: ھەل قىلغۇچ ھۆكۈم، ئاخىرقى ھۆكۈم.

مُبَارَاةٌ فَاصِلَةٌ: ھەل قىلغۇچ مۇسابىقە.

﴿إِنِ الْحُكْمُ إِلاَّ لِلَّهِ يَقُصُّ الْحَقَّ وَهُوَ خَيْرُ الْفَاصِلِينَ﴾ ‹قۇرئان›: بارچە ھۆكۈم ئاللاھقا خاس، ئاللاھ ھەق ھۆكۈم قىلىدۇ، ئاللاھ ھۆكۈم قىلغۇچىلارنىڭ ياخشىسىدۇر.

فَاصِلٌ ج فَوَاصِلُ: توسما، توسما تام، پاسىل.

حَائِطٌ فَاصِلٌ: پاسىل تام.

فَاصِلَةٌ ج فَوَاصِلُ: تىنىش بەلگىسى، پەش (،).

فَاصِلَةٌ مَنْقُوطَةٌ: چېكىتلىك پەش.

فَاصِلَةُ السَّجْعِ: قاپىيە، قاپىيىلىك سۆز.

فَاصُولْيَا: سەي پۇرچىقى.

فَاضَ يَفِيضُ فَيْضًا وَ فَيَضَانًا الْمَاءُ: سۇ تېشىپ كەتتى.

«فَيْضُ الدُّمُوعِ عَلَى الْخَدَّيْنِ هَتَّانٌ مِنْ لَوْعَةِ الْحُبِّ قَلْبِي الْيَوْمَ وَلْهَانٌ»: ئىككى مەڭزىمگە تۆكۈلگەن ياشلىرىم قارا يامغۇردەك ئاقماقتا، مۇھەببەت ئوتىدىن قەلبىم تېڭىرقاپ قالدى.

فَاضَ الْعَيْنُ: كۆزدىن ياش ئاقتى.

فَاضَ الْخَبَرُ: خەۋەر تارقىلىپ كەتتى، يېيىلدى.

﴿تَرَى أَعْيُنَهُمْ تَفِيضُ مِنَ الدَّمْعِ﴾ «قۇرئان»: ئۇلارنىڭ كۆزلىرىدىن ياش قۇيۇلغانلىقىنى كۆرىسەن.

«غَادَرْنَا الْمَنْزِلَ قَبْلَ أَنْ يَفِيضَ الْمَاءُ وَ يَغْمُرَهُ»: بىز ئۆيىنى سۇ بېسىپ كېتىشتىن بۇرۇن ئايرىلدۇق.

فَاضَ صَدْرُهُ بِسِرِّهِ: سىرنى يوشۇرۇشقا تاقەت قىلالمىدى.

فَاضَ عَنِ الْحَاجَةِ: ئېھتىياجدىن ئېشىپ قالدى.

فَاضَ يَفِيضُ فَيْضًا وَ فُيُوضًا الرَّجُلُ: كىشى ئۆلدى، ئالەمدىن ئۆتتى.

فَاضَ يَفِيضُ فَيْضًا الْإِنَاءُ: قاچا توشۇپ تېشىپ كەتتى.

فَاضِحٌ: رەسۋا ئىش، كىشىنىڭ يۈزىنى تۆكىدىغان ئىش.

فَاضَلَ يُفَاضِلُ مُفَاضَلَةً وَ فِضَالًا: ئۆز ئارا ئارتۇقچىلىقىنى سېلىشتۇردى.

«فَاضِلْ بَيْنَ الْوَظِيفَتَيْنِ قَبْلَ إِخْتِيَارِ إِحْدَاهُمَا»: ئىككى ۋەزىپىنىڭ بىرىنى تاللاشتىن بۇرۇن ئۇنى سېلىشتۇرۇپ كۆرگىن.

فَاضِلٌ ج فُضَلَاءُ: ئېشىپ قالغان نەرسە، ئېھتىياجدىن ئارتۇق نەرسە؛ پەزىلەتلىك ئادەم؛ ئالىم.

فَاضِلَةٌ ج فَاضِلَاتٌ وَ فَوَاضِلُ: تۆھپە، نەتىجە، ئېسىل پەزىلەت.

فَوَاضِلُ الْمَالِ: يەر-زېمىن، چارۋا قاتارلىقلارنىڭ مەھسۇلاتلىرى.

فَاضٍ (اَلْفَاضِي): كەڭ، ئاشكارا؛ بوش.

فَاطِرٌ: يارائقۇچى، ئىجاد قىلغۇچى، خەلق ئەتكۈچى؛ ئېپتار قىلغۇچى.

﴿الْحَمْدُ لِلّٰهِ فَاطِرِ السَّمَوَاتِ وَ الْأَرْضِ﴾ «قۇرئان»: جىمى ھەمدۇسانا ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆرنەكسىز يارائقۇچى ئاللاھقا خاستۇر.

فَاطِسٌ: پاناق بۇرۇن، ياپىلاق بۇرۇن.

فَاطِنٌ: زېرەك، چېچەن، ھوشيار، ئۆتكۈر.

فَاظَ يَفُوظُ فَوْظًا: ئۆلدى.

فَاظَ يَفِيظُ فَيْظًا وَ فَيَظَانًا وَ فُيُوظًا وَ فُيُوظًا وَ فَيْظُوظَةً: ئۆلدى، ۋاپات بولدى، جان ئۈزدى.

فَاعَ يَفُوعُ فَوْعًا الطِّيبُ: خۇش پۇراق تارقالدى.

فَاعَتِ الْحَشَرَاتُ: ھاشارات يامراپ كەتتى.

فَاعِلٌ ج فَعَلَةٌ وَ فَاعِلُونَ: قىلغۇچى، ھەرىكەتلەندۈرگۈچى، ئورۇنلىغۇچى، شۇغۇللانغۇچى، ئىشچى، كۈنلۈكچى، مەدىكار؛ ئاكتىپ، پائال، ئىجابىي.

فَاعِلٌ أَصْلِيٌّ: مۇھىم، ئاساس.

﴿وَلَا تَقُولَنَّ لِشَيْءٍ إِنِّي فَاعِلٌ ذَالِكَ غَدًا إِلَّا أَنْ يَشَاءَ اللّٰهُ﴾ «قۇرئان»: سەن بىرەر ئىشنى قىلماقچى بولساڭ، «ئەتە ئۇ ئىشنى چوقۇم قىلىمەن»، دېمەي، «خۇدا خالىسا»، دېگەن سۆزنى قوشۇپ دېگىن.

فَاعِلُ خَيْرٍ: ئېھسان قىلغۇچى، خەيرىيەتچى، ئىئانىچى.

«تَبَرَّعَ بِهَذَا الْمَبْلَغِ لِلْأَيْتَامِ فَاعِلُ خَيْرٍ»: خەير-ئېھسان

قىلغۇچى ئادەم يېتىملەرگە بۇ مەبلەغنى ئىئانە قىلدى.

«يُسَاعِدُهُ فِي الزِّرَاعَةِ خَمْسَةُ فَعَلَةٍ»: ئۇنىڭ تېرىقچىلىقىغا بەش ئىشلەمچى ياردەملىشىدۇ.

فَاعِلِيَّةٌ: ئىقتىدار، رول، ئۈنۈم، تەسىر كۈچ؛ نەتىجە.

شَابٌّ يَتَّصِفُ بِالْفَاعِلِيَّةِ: ئىقتىدارلىق ياش.

فَاعٍ ج فُعَاةٌ: غەزەپناك، غەزىپى تاشقان.

فَاعِيَةٌ: سۇخەنچى ئايال.

فَاغِرٌ: بوش ئورۇن.

الْفَاغِرَةُ: كاۋاۋچىن.

وَظِيفَةٌ فَاغِرَةٌ: شتاتتىكى بوش ئورۇن.

فَاغِمٌ: خۇش پۇراق، خۇشبۇي، خۇش پۇراقلىق، مەززىلىك.

فَاغِيَةٌ: خىنە گۈل.

فَاقَ يَفُوقُ فَوْقًا وَ فَوَاقًا الشَّيْءَ: ئۈستۈن بولدى، ئۆزلىدى.

«فَاقَ أَصْحَابَهُ بِالْفَضْلِ وَ الْعِلْمِ»: پەزىلى ۋە ئىلىمدە ھەمراھلىرىدىن ئۈستۈن بولدى.

«فَاقَ أَقْرَانَهُ عِلْمًا وَ ذَكَاءً»: ئىلىم ۋە زېرەكلىكتە تەڭتۇشلىرىدىن ئۈستۈن بولدى.

«مَقَامُكَ تَقْصُرُ الأَمْدَاحَ عَنْهُ وَسُؤْدَدُكُمْ يَفُوقُ السَّابِقِينَا»: سىلىنىڭ مەرتىۋىلىرىگە مەدھىيە كەملىك قىلىدۇ. سىلىنىڭ شانلىق ئىش ـ ئىزلىرى بۇرۇنقىلارنى بېسىپ چۈشىدۇ.

فَاقَ يَفُوقُ فَوَاقًا الرَّجُلُ: كېكىردى؛ خورەك تارتتى، ھىق تۇتتى.

فَاقَ يَفِيقُ فَيْقًا: ئۆلدى.

فَاقَةٌ: كەمبەغەللىك، نامراتلىق، موھتاجلىق.

«دَفَعَتْهُ الْفَاقَةُ إِلَى السَّرِقَةِ»: موھتاجلىق ئۇنى ئوغرىلىق قىلىشقا ئېلىپ كەلدى.

فَاقِدٌ ج فَاقِدُونَ: يوقىتىپ قويغۇچى، چۈشۈرۈپ قويغۇچى؛ ئېرى ياكى بالىسى ئۆلگەن ئايال.

فَاقِدُ الشُّعُورِ: سېزىمنى يوقاتقۇچى.

فَاقِرَةٌ ج فَوَاقِرُ: بەختسىزلىك، بالا ـ قازا، كۆلپەت.

﴿تَظُنُّ أَنْ يُفْعَلَ بِهَا فَاقِرَةٌ﴾ ‹قۇرئان›: ئۆزلىرىنىڭ چوڭ مۇشكۈللۈككە دۇچار بولىدىغانلىقىغا ئۇلار جەزمەن ئىشىنىدۇ.

فَاقِعٌ ج فَوَاقِعُ: ساپسېرىق، ئوچۇق سېرىق.

﴿يَقُولُ أَنَّهَا بَقَرَةٌ صَفْرَاءُ فَاقِعٌ لَوْنُهَا تَسُرُّ النَّاظِرِينَ﴾ ‹قۇرئان›: ئاللاھ ھەقىقەتەن ئۇنىڭ رەڭگى قارىغۇچىلارنى زوقلاندۇرىدىغان ساپسېرىق بولسۇن، دېدى.

فَاكِسٌ: فاكس، ئېلېكترونلۇق ئالاقە.

فَاكَهَ يُفَاكِهُ مُفَاكَهَةً الرَّجُلَ: چاقچاق قىلىشتى، ھەزىل قىلدى.

«تَحَدَّثُوا إِلَيْهِ وَفَاكَهُوهُ حَتَّى أَنِسَ بِهِمْ»: ئۇنىڭ بىلەن چاقچاق پاراڭ قىلىشىپ، دوستلىشىپ قالدى.

فَاكِهَانِيٌّ ج فَاكِهَانِيَّةٌ: مېۋە ساتقۇچى، باققال.

فَاكِهَةٌ ج فَوَاكِهُ: مېۋە ـ چېۋە، يەل ـ يېمىش.

فَوَاكِهُ طَازَةٌ: يېڭى مېۋە.

﴿لَهُمْ فِيهَا فَاكِهَةٌ وَلَهُمْ مَا يَدَّعُونَ﴾ ‹قۇرئان›: ئۇلار ئۈچۈن جەننەتتە تۈرلۈك مېۋىلەر بار، ئۇلار ئۈچۈن جەننەتتە (ئۇلارنىڭ) كۆڭلى تارتقان نەرسىلەر بولىدۇ.

فَاكِهَةُ الشِّتَاءِ: ئوت (كۆيدىغان).

عَصِيرُ فَاكِهَةٍ: مېۋە شەربىتى.

بُسْتَانُ فَوَاكِهِ: مېۋىلىك باغ.

فَوَاكِهُ مُجَفَّفَةٌ: قۇرۇق مېۋىلەر.

فَوَاكِهُ مُسَكَّرَةٌ: شىرنىم مېۋىلەر.

فَاكِهِيٌّ: مېۋە ساتقۇچى، باققال.

فَالِتٌ: مەيلىگە قويۇۋېتىلگەن، ئەركىن، ئازاد.

فَالِجٌ ج فَلَجَةٌ وَ فُلَّاجٌ وَ فُلَّجٌ: پالەچ.

فَالِجٌ نِصْفِيٌّ: يېرىم پالەچ.

فَالِجٌ ج فَوَالِجُ: قوش لوككىلىق تۆگە.

اَلْفَالَجُ: ئۆلچەم قاچىسى.

فَالِجٌ: مۇۋەپپەقىيەت قازانغۇچى، غەلىبە قىلغۇچى.

فَالَـذَ يُفَالِـذُ مُفَالَـذَةً فُلاَنًـا: پـــــالانى بــــــلەن سۆھبەتلەشتى.

فَالِقٌ: يارغۇچى، يېرىپ چىقارغۇچى؛ تاغ ئېغىزى.

﴿إِنَّ اللهَ فَالِقُ الْحَبِّ وَ النَّوَى﴾ «قرآن»: دانلارنى ۋە ئـۇرۇقچىلارنى بىخ ئۇرغۇزغـۇچى ھەقىقەتەن ئاللاھدۇر.

فَالِيَةٌ: پىچاق.

فَانُوسٌ ج فَوَانِيْسُ: پانۇس، لامپا.

فَانُوسٌ سِحْرِيٌّ: پىروژىكسىلىك پانار؛ پىروۋېكتور.

«كَثِيْرٌ مِنَ الْفَوَانِيْسِ الْمُلَوَّنَةِ عُلِّقَتْ فِي الْمُتَنَزَّهَاتِ بِمُنَاسَبَةِ عِيْدِ الْعُمَّالِ»: ئەمگەكچىلەر بـايرىمى مۇناسـىۋىتى بىـلەن باغچىلارغـا ئورغۇنلىغـان رەڭگارەڭ پانۇسلار ئېسىلدى.

فَانٍ (اَلْفَانِيْ): يوقالغۇچى، ھالاك بولغۇچى، زاۋال تاپقۇچى، چىرىگۈچى؛ ئاجىز.

شَيْخٌ فَانٍ: قېرىــپ ھالــدىن كەتــكەن بــوۋاي، شەيخى فانى.

﴿كُلُّ مَنْ عَلَيْهَا فَانٍ﴾ «قرآن»: زېمىننىــــــڭ ئۈستىدىكى ھەممە يوقىلىدۇ.

فَاهَ يَفُوهُ فَوْهًا: سۆزلىدى، سۆزگە چىقتى.

«هَذَا أَمْرٌ مَا فُهْتُ بِهِ»: بۇ ئىشنى مەن دېمىدىم.

«لاَ يَفُوهُ بِكَلِمَةٍ»: لام-جىم دېمىدى.

فَاهُ: ئېغىز.

﴿كَبَاسِطِ كَفَّيْهِ إِلَى الْمَاءِ لِيَبْلُغَ فَاهُ﴾ «قرآن»: ئـۇلار (يەنـى، كـاپىرلار) شـۇنداق بىـر ئـادەمگە ئوخشايدۇكى، ئـۇ ئاغزىغا سـۇ چۈشسۇن، دەپ (نېرىـدىن) ئىككـى ئـالقىنىنى سـۇغا قارىتىپ ئېچىپ تۇرىدۇ.

فَـاهَى يُفَـاهِي مُفَاهَـاةً فُلاَنًـا: سۆھبەتلەشـــــتى، پاراڭلاشتى.

فَـاوَضَ يُفَـاوِضُ مُفَاوَضَـةً فِـي الْأَمْـرِ: كېڭەشـــــتى، مەسلىھەتلەشتى.

«سَتُفَاوِضُـكُمْ حَـوْلَ هَـذِهِ الْمُـشْكِلَةِ قَبْـلَ إِتِّخَـاذِ أَيِّ إِجْرَاءٍ»: بۇ مەسىلە ئۈستىدە ھەرقانـداق قـارار چىقىرىشنى سىلەر بىلەن مەسلىھەتلىشىمىز.

فَائِتٌ: ئۆتـۈپ كەتكـۈچى، ۋاقتىـدا ئورۇنلانمـاي ئۆتۈپ كەتكەن.

عَلَى الْفَائِتِ: قولنىڭ ئۈچىدا، باش قاتۇرمايلا.

«زَارَنَا خِلاَلَ الْأُسْبُوعِ الْفَائِتِ»: بىزنى ئۆتكەن ھەپتە ئارىلىقىدا يوقلىدى.

فَائِجٌ: بىر توپ ئادەم، بىر گۇرۇھ.

فَائِجٌ وَ فَائِجَةٌ ج فَوَائِجُ: پەس جاي، ئويمان.

فَائِدَةٌ ج فَوَائِدُ: پايدا، مەنپەئەت، نەپ، نەتىجە.

عَدِيْمُ الْفَائِدَةِ: پايدىسىز، نەتىجىسىز.

«فِي السَّفَرِ فَوَائِدُ كَثِيْرَةٌ»: سەپەردە نۇرغۇن پايدىلار بار.

فَائِرٌ: قايناپ تاشقۇچى، جۇشقۇن، غەيرەتـلىك ئۇرغۇپ تۇرىدىغان، كۆپۈكلۈك، ماغزاپلىق.

فَائِزٌ ج فَائِزُوْنَ: غەلىبە قىلغۇچى، مۇۋەپپەقىيەت قازانغۇچى، نىجات تاپقۇچى.

«أَصْحَابُ الْجَنَّةِ هُمُ الْفَائِزُوْنَ»«قرآن»: جەننەت ئەھلـــــــى ھەقىـــــــقەتەن مەقســــــەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر.

فَائِضٌ: ئېقىن، راۋان؛ ئاققۇچى؛ كـۆپ، مـول، ئېھتىياجدىن ئاشقان نەرسە؛ ئۆسۈم، پايدا.

«أَوْدَعَ النُّقُودَ الْفَائِضَةَ فِي الْمَصْرَفِ»: ئاشقان پۇلنى بانكىغا ئامانەت قويدى.

«صَدَّرَتِ الدَّوْلَـةُ فَـائِضَ الْإِنْتَاجِ الزِّرَاعِيِّ»: دۆلەت ئـارتۇق يېـزا ئىگىلىـك مەھســۇلاتلىرىنى ئېكسپورت قىلدى.

«وُزِّعَ الْفَائِضُ عَلَى الْمُسَاهِمِيْنَ»: پايـدا پايچىكلارغا

تەقسىم قىلىپ بېرىلدى.

فَائِقٌ ج فَائِقُونَ وَ فَوَقَةٌ: ئۈستۈن، ئۈستۈنلۈك قازانغۇچى؛ ئەڭ ياخشى؛ ئىمتىيازلىق؛ ئومۇرتقا بېشى.

فَائِقُ الْحَدِّ: چەكسىز، ھەددىدىن ئارتۇق.

فَائِقُ الْحَصِيرِ: توسالغۇسىز.

فَائِقُ الْوَصْفِ: سۈپەتلەش قىيىن، سۈپەتلەپ بولغىلى بولمايدىغان.

فَائِقُ الطَّبِيعَةِ: تەبىئەتتىن تاشقىرى.

«تَفَضَّلُوا بِقَبُولِ فَائِقِ الْإِحْتِرَامِ»: ئالىي ئېھتىرامىمىنى قوبۇل قىلغايسىلەر.

سُرْعَةٌ فَائِقَةٌ: يەۋقۇلئاددە تېزلىك.

فُؤَادٌ ج أَفْئِدَةٌ: دىل، يۈرەك، قەلب؛ ئەقىل.

مِنْ صَمِيمِ الْفُؤَادِ: چىن يۈرەكتىن.

﴿كَذَالِكَ لِنُثَبِّتَ بِهِ فُؤَادَكَ وَرَتَّلْنَاهُ تَرْتِيلًا﴾ «قۇرئان»: سېنىڭ دىلىڭنى مۇستەھكەم قىلىش ئۈچۈن، ئۇنى پارچە-پارچە نازىل قىلدۇق.

فَارِغُ الْفُؤَادِ: غەمسىز، غەم-ئەندىشىدىن خالىي.

فُؤَاقٌ: كېكىرىك.

فِئَامٌ ج فُؤُمٌ: بىر توپ كىشى، بىر جامائە ئادەم.

فِئَةٌ ج فِئَاتٌ وَ فِئُونٌ: گۇرۇھ، تۈركۈم، جامائە، گۇرۇپپا؛ تۈر.

فِئَةُ السَّنَدَاتِ: زايوم بېلىتىنىڭ تۈرى.

﴿كَمْ مِنْ فِئَةٍ قَلِيلَةٍ غَلَبَتْ فِئَةً كَثِيرَةً بِإِذْنِ اللهِ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن ئاز جامائە كۆپ جامائە ئۈستىدىن غەلىبە قىلىدۇ.

فِئَةُ الْمُوَظَّفِينَ: خىزمەتچىلەر، دۆلەت خادىملىرى.

فَأَدَ يَفْأَدُ فَأْدًا الرَّجُلَ: كىشىنىڭ يۈرىكى ئاغرىدى.

فَأَدَ الْخَوْفُ فُلَانًا: پالاننى قورقۇنچاق قىلىپ قويدى، يۈرەكزادە قىلىۋەتتى.

«فَأَدَ اللَّحْمَ فِي النَّارِ»: گۆشنى كاۋاپ قىلدى.

فَأَدَ الْخُبْزَ: نان ياقتى، نان پىشۇردى.

فَئِدَ يَفْأَدُ فَأْدًا: يۈرىكى ئاغرىدى، يۈرەك ئاغرىقىغا گىرىپتار بولدى.

فَأَرَ يَفْأَرُ فَأْرًا التُّرَابَ: يەرنى قازدى، كولىدى.

فَأَرَ الشَّيْءَ: نەرسىنى كۆمدى.

فَأْرٌ ج فِئْرَانٌ الواحدة فَأْرَةٌ: چاشقان.

فَأْرُ الْبَيْتِ: ئۆي چاشقىنى.

فَأْرُ الْخَيْلِ: ئاغمىخان.

فَأْرُ الْغَيْطِ: دالا چاشقىنى.

سَمُّ الْفَأْرِ: چاشقان ئۆلتۈرۈش دورىسى.

الْفَأْرَةُ الْعَمْيَاءُ: قارىغۇ چاشقان.

فَأْرَةٌ ج فَأْرَاتٌ: چىشى چاشقان؛ رەندە.

فَأَسَ يَفْأَسُ فَأْسًا الْخَشَبَةَ: ئوتۇن ياردى.

فَأْسٌ ج فُؤُوسٌ: پالتا.

فَأْسُ اللِّجَامِ: جۆجەي (يۈگەندىكى).

فَأْفَأَةٌ: كېكەچ.

فَأَقَ يَفْأَقُ فُؤَاقًا: كېكىردى.

فَأْلٌ ج فُؤُولٌ: ياخشى پال، ياخشىلىق ئالامىتى.

فَأْلُ شَرٍّ: يامانلىق ئالامىتى.

«وَيُعْجِبُنِي الْفَأْلُ الصَّالِحُ»: مېنى ياخشى پال ئېلىش قىزىقتۇرىدۇ.

فَأَمَ يَفْأَمُ فَأْمًا مِنَ الْمَاءِ: سۇغا قاندى.

فَأْوٌ: جىرا.

فَبْرَايِر: فېۋرال، مىلادىيە 2- ئاي.

فَتَا يَفْتُو فَتْوًا الرَّجُلَ: مەردلىكتە ئۇنىڭدىن ئېشىپ كەتتى.

فَتَاءٌ: ياشلىق چاغ، ياشلىق.

فُتَاتٌ / فِتَاتٌ: ئۇۋۇلۇپ كەتكەن نەرسە.

فُتَاتُ الْخُبْزِ: نان ئۇۋۇقى.

فَتَاةٌ ج فَتَيَاتٌ وَ فَتَوَاتٌ: ياش قىز، چوكان، دېدەك.

«هَذِهِ الْفَتَاةُ فَاتِنَةٌ حَقًّا»: بۇ قىز ھەقىقەتەنمۇ كىشىنى مەھلىيا قىلىدۇ.

فِتَالَةٌ: توقۇمىچىلىق كەسپى.

عُمَّالُ الفِتَالَةِ: توقۇمىچىلار، فابرىكا ئىشچىلىرى.

فَتَأَ يَفْتَأُ فَتْأً النَّارَ: ئوتنى ئۆچۈرۈۋەتتى.

فَتَأَهُ عَنِ الْأَمْرِ: ئۇنى ئىشتىن توختاتتى.

مَافَتِئَ: تۆز پېتىچە، ئاۋۋالقىدەكلا.

فَتِئَ يَفْتَأُ فَتْأً عَنْهُ: توختىدى، ئۇنىڭدىن ياندى.

مَا فَتِئَ: ئۆز پېتىچە، ئاۋۋالقىدەكلا.

مَا فَتِئَ يَكْتُبُ: ئۇ تېخىچە يازماقتا.

«مَافَتِئَتِ الْفُصْحَى أَهَمَّ دَعَائِمِ الْقَوْمِيَّةِ الْعَرَبِيَّةِ»: ئەرەب ئەدەبىي تىلى ئەرەب مىللىتىنىڭ ھامان ئاساسىي تۈۋرۈكى بولۇپ كەلمەكتە.

فَتَّ يَفُتُّ فَتًّا الشَّيْءَ: نەرسىنى يانجىدى، ئۇۋۇلدى، سۇندۇردى.

فَتَّ فِي سَاعِدِهِ: ئۇنى ئاجىزلاتتى.

فَتٌّ فَتَّةٌ: شورپىغا چىلانغان نان.

«كَانَ غَدَاؤُنَا فَتًّا وَ لَحْمًا»: بىزنىڭ ئەتىگەنلىك تاماقىمىز شورپىغا چىلانغان نان بىلەن گۆش ئىدى.

فَتَّاحٌ ج فَتَّاحُونَ: ئاچقۇچى، ئىشقال قىلغۇچى؛ باشلىغۇچى.

فَتَّاحُ الْفَأْلِ: رەمچى، پالچى.

الْفَتَّاحُ: بەخت ئاتا قىلغۇچى ئاللاھ.

﴿ وَ هُوَ الْفَتَّاحُ الْعَلِيمُ ﴾ «قرآن»: ئاللاھ ئادىل ھۆكۈم قىلغۇچىدۇر (خالايىقنىڭ ئەھۋالىنى) بىلگۈچىدۇر.

فَتَّاشٌ: تەكشۈرگۈچى، تەپتىش قىلغۇچى.

فَتَّاكٌ: ۋەھشىي قانخور، قان ئىچەر.

مَرَضٌ فَتَّاكٌ: جاننى ئالغۇچى ئاغرىق.

فَتَّالٌ: ئارغامچىچى، ئارغامچا تارتقۇچى.

فَتَّانٌ ج فَتَّانِيْنَ: ئازدۇرغۇچى، پىتنىخور؛ سېھىرگەر؛ ھەيران قالدۇرغۇچى.

جَمَالٌ فَتَّانٌ: مەھلىيا قىلغۇچى گۈزەل جامال، مەپتۇن قىلغۇچى.

فَتَّانَا الْقَبْرِ: مۇنكىر ۋە نەكىر.

مَنَاظِرُ طَبِيْعِيَّةٌ فَتَّانَةٌ: كىشىنى مەھلىيا قىلىدىغان تەبىئىي مەنزىرىلەر.

الْفَتَّانُ: شەيتان.

الْفَتَّانَانِ: دىرھەم بىلەن دىنار، ئالتۇن بىلەن كۈمۈش.

فَتَّانَةٌ: سىناق تېشى.

الْآدَابُ الْفَتَّانَةُ: گۈزەل ئەدەبىيات، بەدىئىي ئەدەبىيات.

فَتَّتَ يُفَتِّتُ تَفْتِيْتًا الشَّيْءَ: نەرسىنى كۇكۇم-تالقان قىلىۋەتتى.

مَنْظَرٌ يُفَتِّتُ الْأَكْبَادَ: ناھايىتى قايغۇلۇق كۆرۈنۈش.

«فَتَّتَ الْوَرَقَةَ حَتَّى لَا يَطَّلِعَ أَحَدٌ عَلَى مَا كُتِبَ فِيْهَا»: قەغەزگە يېزىلغان نەرسىنى باشقىلار كۆرۈپ قالمىسۇن دەپ پارچە-پارچە قىلىۋەتتى.

فَتَّحَ يُفَتِّحُ تَفْتِيْحًا الْأَبْوَابَ: ئىشىكلەرنى كەڭ ئېچىۋەتتى.

﴿ لَا تُفَتَّحُ لَهُمْ أَبْوَابُ السَّمَاءِ ﴾ «قرآن»: ئۇلارغا ئاسماننىڭ دەرۋازىسى ئېچىلمايدۇ.

فَتَّرَ يُفَتِّرُ تَفْتِيْرًا: تىنچىتتى، پەسەيتتى، بېسىقتۇردى.

فَتَّرَ الْمَاءَ: سۇنى ئىللىتتى.

﴿ لَا يُفَتَّرُ عَنْهُمْ وَهُمْ فِيْهِ مُبْلِسُونَ ﴾ «قرآن»: ئۇلاردىن ئازاب (بىردەممۇ) يېنىكلىتىلمەيدۇ، ئۇلار دوزاختا (ھەرقانداق ياخشىلىقتىن) ئۈمىدسىزلەردۇر.

فَتَّرَهُ: ئۇنى ئاجىزلىتىۋەتتى.

فَتَّرَ الْأَلَمَ: ئاغرىقنى يېنىكلەتتى.

فِتَّرٌ: ئېلېكترلىك يىلانبېلىق.

فَتَّشَ يُفَتِّشُ تَفْتِيْشًا الشَّيْءَ: تەكشۈردى، سۈرۈشتۈردى، كۆزەتتى، تەپتىش قىلدى.

«فَتَّشْتُ عَنِ الْكِتَابِ فَلَمْ أَجِدْهُ»: كىتابنى ئىزدەپ

تاپالمىدىم.

«فَتَّشَ الشُّرْطِيُّ أَمْتِعَتِي»: ساقچى نەرسىلىرىمنى ئاختۇردى.

فَتَقَ يُفَتِّقُ تَفْتِيقًا الثَّوْبَ: كىيىمنى يىرتىۋەتتى، سۆكتى.

فَتَّقَهُ: ئۇنى پارچىلىۋەتتى، يىرىۋەتتى، ئايرىۋەتتى.

فَتَّنَ يُفَتِّنُ تَفْتِينًا ـــ هُ: قايمۇقتۇردى، ئازدۇردى، قىزىقتۇردى، ھەيران قالدۇردى.

فَتَحَ يَفْتَحُ فَتْحًا الْبَابَ: ئىشىكنى ئاچتى.

فَتَحَ الْقَنَاةَ: قانال چاپتى.

فَتَحَ الْأَزْرَارَ: تۈگمىنى يەشتى.

فَتَحَ الْمُغْلَقَ: سولاقنى ئاچتى، چىگىچنى يەشتى.

﴿وَلَمَّا فَتَحُوا مَتَاعَهُمْ وَجَدُوا بِضَاعَتَهُمْ رُدَّتْ إِلَيْهِمْ﴾ «قرآن»: ئۇلار يۈكلىرىنى ئاچقاندا (ئاشلىق سېتىۋالغان) مال ـ مۈلۈكلىرىنىڭ ئۆزلىرىگە قايتۇرۇپ بېرىلگەنلىكىنى كۆردى.

فَتَحَ عَلَيْهِ: ئىلھام بەردى، يول كۆرسەتتى، توغرا يولغا باشلىدى.

فَتَحَ الْفَأْلَ: پال سالدى.

فَتَحَ الْمِصْبَاحَ الْكَهْرَبَائِيَّ: ئېلېكتر چىراغىنى ياقتى.

فَتَحَ بَيْنَ الْخَصْمَيْنِ: ئىككى دەۋاگەر ئارىسىدا ھۆكۈم چىقاردى.

﴿رَبَّنَا افْتَحْ بَيْنَنَا وَبَيْنَ قَوْمِنَا بِالْحَقِّ وَأَنْتَ خَيْرُ الْفَاتِحِينَ﴾ «قرآن»: پەرۋەردىگارىمىز! بىز بىلەن قەۋمىمىز ئارىسىدا ھەق ھۆكۈم چىقارغىن.

فَتَحَ يَفْتَحُ فَتْحًا وَفَتَاحَةً اللهُ عَلَيْهِ: ئاللاھ ئۇنىڭغا نۇسرەت ئاتا قىلسۇن.

«فَتَحَ عَمْرُو ابْنُ الْعَاصِ مِصْرَ سَنَةَ عِشْرِينَ مِنَ الْهِجْرَةِ»: ئەمىر ئىبن ئاس مىسىرنى ھىجرىيە 20 ـ يىلى ئازاد قىلدى.

فَتَحَتْ صَفْحَةً جَدِيدَةً: يېڭى سەھىپە ئاچتى.

فَتْحٌ: ئاچماق، يەشمەك؛ ئازاد قىلماق؛ زەبەرلىك ئالامىتى.

فَتْحُ الْبَخْتِ: رەم سالماق.

فَتْحٌ ج فُتُوحٌ: نۇسرەت، غەلىبە، غالىبىيەت.

﴿إِذَا جَاءَ نَصْرُ اللهِ وَالْفَتْحُ﴾ «قرآن»: ئاللاھنىڭ ياردىمى ۋە غەلىبىسى كەلگەن ...

فُتُوحَاتُ الْبِلَادِ: شەھەرلەرنى ئىشغال قىلماق.

فُتُوحَاتٌ عِلْمِيَّةٌ: ئىلمىي نەتىجىلەر.

فُتْحَةٌ ج فُتَحٌ: يوچۇق، تۆشۈك؛ تۈڭلۈك؛ زەپەر.

فُتْحَةٌ تَهْوِيَّةٌ: شامال ئۆتۈشۈش تۆشۈكى.

فَتَخَ يَفْتَخُ فَتْخًا الشَّيْءَ: ئەگدى، قاتلىدى.

فَتِخَ يَفْتَخُ فَتَخًا الرَّجُلُ: كىشىنىڭ ئۇۋۇكلىرى بوشىشىپ كەتتى.

فَتْخَةٌ ج فَتَخٌ وَفُتُوخٌ: كۆز قويمىغان ئۈزۈك.

فَتَرَ يَفْتُرُ فُتُورًا وَفُتَارًا: پەسەيدى، يۇمشىدى، تىنچىدى، بېسىقتى.

فَتَرَ عَنِ الْعَمَلِ: ئىشتىن سوۋۇدى، سەل قارىدى.

﴿يُسَبِّحُونَ اللَّيْلَ وَالنَّهَارَ لَا يَفْتُرُونَ﴾ «قرآن»: ئۇلار كېچە ـ كۈندۈز تەسبىھ ئېيتىدۇ، بوشاشمايدۇ.

فَتَرَ يَفْتُرُ فَتْرَةً وَفُتُورًا الْحَرُّ: قىزىقلىق سوۋۇپ كەتتى.

فَتَرَ الْجِسْمُ: بەدەن ئاجىزلىدى.

فَتَرَتْ هِمَّتُهُ: ئىرادىسى بوشاپ كەتتى.

فَتَرَتْ عَاطِفَتُهُ: ھېسسىياتى سۇسلاپ كەتتى.

فَتَرَ يَفْتُرُ فَتْرًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئۆلچىدى، غېرىچلىدى.

فِتْرٌ ج أَفْتَارٌ: غېرىچ، چارەك.

فَتْرَةٌ ج فَتَرَاتٌ: ئىككى زامان ئارىلىقى؛ ئاجىزلىق؛ ۋاقىت، دەۋر، مەزگىل؛ ھېرىش، چارچاش.

مِنْ غَيْرِ فَتْرَةٍ: ئۈزۈلۈكسىز، توختىماي، بوشاشماي.

﴿يُبَيِّنُ لَكُمْ عَلَى فَتْرَةٍ مِنَ الرُّسُلِ﴾ «قرآن»: پەيغەمبەرلەر ئۈزۈلۈپ قالغان بىر زاماندا

سـلەرگە (شـەرىئەتنى ۋە ئۇنـىڭ ئەھكاملىرىنى) بايان قىلىپ بېرىدۇ.

«إِسْتَقَالَتِ الْحُكُومَةُ وَتَسَلَّمَ أَحَدُ الضُّبَّاطِ الْحُكْمَ فَتْرَةً إِنْتِقَالِيَّةً تجرى بَعْدَهَا الْإِنْتِخَابَاتِ»: ھۆكـۈمەت ئـىستىپا بەردى، بىـر قومانـدان ھـاكىمىيەتنى ۋاقىتلـىق ئۆتكۈزۈۋالـدى، كـېيىن سـايلام ئۆتكۈزۈلمەكچى.

فَتْرَةُ الْإِنْتِقَالِ: ئۆتكۈنچى دەۋر.

«إِسْتَمَرَّ الْإِجْتِمَاعُ فَتْرَةً طَوِيْلَةً»: يىغىن ئۇزۇن مۇددەت داۋاملاشتى.

فَتْرَةُ تَدْرِيْبٍ: چېنىقىش جەريانى.

فَتْرَةُ الرَّخَاءِ: گۈللىنىش مەزگىلى (ئىقتىسادنىڭ).

فَتْرَةُ الْإِسْتِرَاحَةِ: دەم ئېلىش ۋاقتى.

«مِنَ الصَّعْبِ أَنْ تُتْقِنَ اللُّغَةَ الْعَرَبِيَّةَ خِلَالَ فَتْرَةٍ قَصِيْرَةٍ»: قىسقا بىر مەزگىل ئىچىدە ئەرەب تىلىنى پۇختا ئىگىلىشىمىز قىيىن.

فَتَشَ يَفْتِشُ فَتْشًا الشَّيْءَ: تەكشۈردى، سۈرۈشتۈردى؛ كۆزەتتى، تەپتىش قىلدى.

فَتَغَ يَفْتَغُ فَتْغًا الشَّيْءَ: نەرسىنى دەسسەپ يانجىۋەتتى.

فُتُغْرَافِيَا: فوتو ئاپپارات.

صُورَةٌ فُتُغْرَافِيَّةٌ: فوتو سۈرەت، فوتوگرافىيە.

فَتْفَتَ يُفَتْفِتُ فَتْفَتَةً الشَّيْءَ: نەرسىنى ئۇۋۇتىۋەتتى، ئۇششاق پارچىلىۋەتتى.

فَتْفَتَةٌ: سىرداشتى.

فَتَقَ يَفْتُقُ / يَفْتِقُ فَتْقًا الثَّوْبَ: كىيىمنى يىرتتى، سۆكتى.

فَتَقَهُ: ئۇنى ياردى، پارچىلىدى، ئايرىۋەتتى.

﴿كَانَتَا رَتْقًا فَفَتَقْنَاهُمَا﴾ «قرآن»: ئاسمانلار بىلەن زېمىن بىر-بىرىگە تۇتاش ئىدى، ئۇلارنى ئايرىۋەتتۇق.

«فَتَقَ الثَّوْبَ لِيَخِيْطَهُ مِنْ جَدِيْدٍ»: كىيىمنى قايتىدىن تىكىش ئۈچۈن سۆكتى.

فَتِقَ يَفْتَقُ فَتَقًا الْمَكَانُ: يەر ئۇنۇمدار بولدى.

فَتْقٌ ج فُتُوقٌ: يىرىق، يوچۇق، تۆشۈك.

«رَتَقَ الْخَيَّاطُ الْفَتْقَ»: تىكىمچى چەكنى سۆكتى.

«أُصِيْبَ بِالْفَتْقِ فَأُدْخِلَ الْمُسْتَشْفَى»: چۇقۇق ئاغرىقى بىلەن دوختۇرخانىغا كىرىپ قالدى.

فَتَكَ يَفْتُكُ / يَفْتِكُ فَتْكًا / فِتْكًا وَ فُتُوكًا: ھۇجۇم قىلدى، زەربە بەردى.

فَتَكَ بِفُلَانٍ: پالاننى ھىيلە بىلەن ئۆلتۈردى؛ تۇيۇقسىز زەربە بەردى.

«فَتَكَ الْوَبَاءُ بِالنَّاسِ»: ۋابا كېسىلى كىشىلەرنى قىرىۋەتتى.

«فَتَكَ بِهِمْ فَتْكًا ذَرِيْعًا»: ئۇلارنى تەلتۆكۈس يوقاتتى.

فَتْكٌ: يوشۇرۇن ئۆلتۈرمەك، قاتىللىق قىلماق.

فَتَلَ يَفْتِلُ فَتْلًا الْحَبْلَ: ئارغامچىنى قاتتى، يىپ ئەشتى.

فَتَلَ الْقُطْنَ: يىپ ئېگىردى.

فَتَلَ لَهُ ذُؤَابَتَهُ: ئىرادىسىدىن قايتۇردى.

فَتَلَ وَجْهَهُ: يۈزىنى ئۆرۈۋالدى.

فَتْلٌ: ئەشمەك، توقۇماق، ئېگىرمەك.

فَتْلَةٌ ج فَتْلٌ وَ فِتَلٌ وَ فَتَلَاتٌ: بىر قېتىم ئەشمەك.

«أَدْخِلْ هَذِهِ الْفَتْلَةَ فِي ثُقْبِ الْإِبْرَةِ»: بۇ يىپنى يىڭنىگە ئۆتكۈزگىن.

فَتَنَ يَفْتِنُ فَتْنًا وَ فُتُونًا الرَّجُلُ: كىشى قايمۇقۇپ قالدى، گاڭگىراپ قالدى، ئازدى.

فَتَنَ لُبَّهُ: ئەقلىنى يوقاتتى.

سَبَى عَقْلَهُ: قايمۇقتۇردى، ئازدۇردى، مەپتۇن قىلىۋالدى.

﴿يُفْتَنُونَ فِي كُلِّ عَامٍ مَرَّةً أَوْ مَرَّتَيْنِ﴾ «قرآن»: ئۇلار ھەر يىلى بىر قېتىم ياكى ئىككى قېتىم سىنىلىدۇ.

«فَتَنَهُ عَنْ رَأْيِهِ»: ئۇنى يولدىن ئازدۇردى.

فُتِنَ الرَّجُلُ: ھوشىنى يوقاتتى، ئەقلىدىن ئازدى، گاڭگىراپ قالدى.

فُتِنَ عَنْ دِينِهِ: دىندىن چىقتى.

فُتِنَ إِلَى النِّسَاءِ: شەھۋانىيلىققا بېرىلدى.

فَتْنٌ: ھالەت، تۈر.

فِتْنَةٌ ج فِتَنٌ: گۇمراھلىق؛ ئىسيان؛ ئازاب؛ شەرمەندىچىلىك؛ كۇفرلىق، پىتنە-پاسات؛ تەجرىبە، سىناق، ئەرەب يېلىم دەريخىنىڭ چېچىكى.

﴿وَنَبْلُوكُمْ بِالشَّرِّ وَالْخَيْرِ فِتْنَةً﴾ «قۇرئان»: بىز سىلەرنى يامانلىققا مۇپتىلا قىلىش، ياخشىلىق بېرىش ئارقىلىق سىنايمىز.

«إِنَّ لِكُلِّ أُمَّةٍ فِتْنَةً وَ فِتْنَةُ أُمَّتِي الْمَالُ» «ھەدىس»: ھەر بىر ئۇممەت ئۈچۈن بىر سىناق بولىدۇ، مېنىڭ ئۇممىتىمنىڭ سىنىلىدىغان نەرسىسى مال-دۇنيادۇر.

«أُخْمِدَتِ الْفِتْنَةُ قَبْلَ اسْتِفْحَالِهَا»: پىتنە-پاسات چوڭىيىپ كېتىشتىن بۇرۇن تىنچلاندۇرۇلدى.

«لَمْ يَكُنْ لِفِتْنَتِهِ بِهَا حُدُودٌ»: ئۇنىڭ ئۇ ئايالغا بولغان قىزىقىشى چەكسىز ئىدى.

فُتْنَةٌ: ئەرەب يېلىم دەريخىنىڭ چېچىكى.

فَتَوَ يَفْتُو فَتَاءً وَ فُتُوًّا وَ فُتُوَّةً: يىگىت بولدى.

فُتُوحٌ: باھارنىڭ تۇنجى يامغۇرى.

فُتُوحَاتُ الْبِلَادِ: شەھەرلەرنى ئىشغال قىلماق.

فُتُوحَاتٌ عِلْمِيَّةٌ: ئىلمىي نەتىجىلەر.

فُتُورٌ: ئىلمان، مۆتىدىل؛ بوشاپ كەتمەك، ئاجىزلاپ كەتمەك.

فُتُورُ الْوُدِّ أَوِ الْعَلَاقَاتِ: سوغۇق مۇئامىلە.

فُتُورُ الْهِمَّةِ: ئىرادىسىز، بوشاڭ.

«كَانَ يَعْمَلُ لَيْلَ نَهَارَ بِلَا فُتُورٍ»: ئۇ كېچە-كۈندۈز ئارام ئالماي ئىشلەۋاتقانىدى.

فُتُونٌ: قايمۇقماق، گاڭگىرىماق، ئازماق.

﴿وَفَتَنَّاكَ فُتُونًا﴾ «قۇرئان»: سېنى تۈرلۈك بالالار بىلەن سىنىدۇق.

فُتُوَّةٌ: مەردلىك، سېخىيلىق، ئادەمگەرچىلىك؛ ياشلىق، يىگىتلىك.

«أَمْضَى أَيَّامَ فُتُوَّتِهِ فِي الْقَرْيَةِ»: ياشلىق كۈنلىرىنى يېزىدا ئۆتكۈزدى.

فَتْوَى ج فَتَاوٍ وَ فَتَاوَى: پەتىۋا (ئالىملارنىڭ شەرىئەت مەسىلىلىرى ئۈستىدىن چىقارغان ھۆكۈمى).

«أَصْدَرَ شَيْخُ الْجَامِعِ الْأَزْهَرِ فَتْوَى حَوْلَ هَذِهِ الْمَسْأَلَةِ»: ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ باش مۇدىرى بۇ مەسىلە ئۈستىدە پەتىۋا چىقاردى.

دَارُ الْفَتْوَى: مۇپتى ۋە ئۇنىڭ ياردەمچىلىرىنىڭ پەتىۋا چىقىرىش ئورنى.

فَتِيَ يَفْتَى فَتًى وَ فَتَاءً: يىگىت بولدى.

فَتًى ج فِتْيَانٌ وَ فِتْيَةٌ وَ فَتَاةٌ وَ فَتَيَاتٌ: يىگىت، ياش ئادەم؛ غۇلام، بالا خىزمەتچى.

﴿قَالَ لِفَتَاهُ آتِنَا غَدَاءَنَا لَقَدْ لَقِينَا مِنْ سَفَرِنَا هَذَا نَصَبًا﴾ «قۇرئان»: مۇسا ياش خادىمىغا: «ئەتىگەنلىك تاماقىمىزنى ئېلىپ كەلگىن، بۇ سەپىرىمىزدە ھەقىقەتەن چارچاپ كەتتۇق»، دېدى.

«أُنْتُخِبَ رَئِيسًا فَهُوَ لَا يَزَالُ فَتًى»: ئۇ ياش تۇرۇپلا رەئىس بولۇپ سايلاندى.

فَتَى الْأَحْلَامِ: ئاياللار نەزىرىدىكى غايىۋى يىگىت.

فُتْيَا: پەتىۋا.

فَتِيتٌ: پارچە-پۇرات نەرسە، پارچىلانغان.

فَتِيتَةٌ ج فَتَائِتُ: ئۇۋۇلىپ كەتكەن نەرسە.

فَتِيقٌ: يېرىلغان، دەز كەتكەن.

فَتِيقُ الصِّفَاقِ: سىرىقئەتنىڭ يېرتىلىپ كېتىشى.

فَتِيلٌ ج فُتُلٌ وَ أَفْتِلَةٌ: ئېشىلگەن؛ پىلىك.

فَتِيلُ الْمُفَرْقَعَاتِ: پارتلىتىش پىلىكى.

﴿بَلِ اللّهُ يُزَكِّى مَنْ يَشَاءُ وَلاَيُظْلَمُونَ فَتِيلًا﴾ «قرآن»: ئۇنداق ئەمەس (يەنى، ئۇلارنىڭ دېگىنىدەك ئەمەس)، ئاللاھ خالىغان بەندىسىنى پاك قىلىدۇ، ئۇلارغا قىلچىلىكمۇ زۇلۇم قىلىنمايدۇ.

لاَ يُجْدِى فَتِيلًا: ھېچقانداق پايدىسى يوق.

فَتِيلَةٌ ج فَتَائِلُ: پىلىك.

فَتِيٌّ ج فِتَاءٌ وَ أَفْتَاءٌ م فَتِيَّةٌ: ھەر نەرسىنىڭ ياش ۋاقتى.

«لاَ يَسْتَطِيعُ الْقِيَامَ بِهَذَا الْعَمَلِ الشَّاقِّ إِلَّا مَنْ كَانَ فَتِيًّا»: بۇ ئېغىر ئىشنىڭ ھۆددىسىدىن پەقەت ياش يىگىتلا چىقالايدۇ.

فَثَأَ يَفْثَأُ فَثْأً وَ فُثُوّاً الْقِدْرَ: قايناۋاتقان قازاننى سۇ قويۇپ توختاتتى.

فَثَأَ الْغَضَبَ: ئاچچىقنى بېسىۋالدى.

فَثَأَ اللَّبَنُ: سۈت قايىنىدى.

فَثِئَ يَفْثَأُ فَثَأً الرَّجُلُ: غەزىپى بېسىقتى، ئاچچىقى ياندى.

فَثَجَ يَفْثِجُ تَفْثِيجًا: چارچاپ كەتتى، ھېرىپ كەتتى.

فَثَجَ يَفْثُجُ فَثْجًا الشَّيْءَ: كېمەيتىۋەتتى.

فَثَغَ يَفْثَغُ فَثْغًا رَأْسَهُ: بېشىنى يېرىۋەتتى.

فَجَا يَفْجُو فَجْوًا الْبَابَ: ئىشىكنى ئاچتى.

فُجَاءَةً: ئۇشتۇمتۇت، تاسادىپىي، تۇيۇقسىز.

مَوْتُ الْفُجَاءَةِ: تۇيۇقسىز ئۆلۈم.

فُجَائِيٌّ: كۈتۈلمىگەن، ئويلانمىغان، تاسادىپىيلىق.

«كَانَ وُصُولُهُ فُجَائِيًّا»: ئۇ تۇيۇقسىز كېلىپ قالدى.

فُجَاجٌ: تاغ ئارىسىدىكى چوڭ يول؛ تاغ جىلغىسى.

﴿وَجَعَلْنَا فِيهَا فِجَاجًا سُبُلاً لَعَلَّهُمْ يَهْتَدُونَ﴾ «قرآن»: ئۇلارنى (سەپەردە) كۆزلىگەن مەقسەتلىرىگە يېتىۋالسۇن، دەپ تاغلاردا كەڭ يوللارنى ياراتتۇق.

فَجَاجَةٌ: توك، خام.

حَرْبُ الْفِجَارِ: قۇرەيش ۋە ئۇنىڭ ئىتتىپاقداشلىرى بىلەن ھاۋازىن ئارىسىدا بولغان ئۇرۇش (شۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېشى يىگىرمىدە ئىدى).

فَجَأَ يَفْجَأُ فَجْأً وَ فَجْأَةً وَ فُجَاءَةً الرَّجُلَ غَيْرَهُ: ئۇنىڭغا ئۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قىلدى.

فَجِئَ يَفْجَأُ فَجْأً: ئۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قىلدى.

فَجَأَهُ الْمَرَضُ: تۇيۇقسىز كېسەل بولۇپ قالدى.

فُوجِئَ: تاسادىپىي ئۆلۈپ كەتتى.

فُجْأَةٌ: كۈتۈلمىگەن ئىش.

«تَغَيَّرَ الْجَوّ فُجْأَةً»: ھاۋا ئۇشتۇمتۇت ئۆزگىرىپ قالدى.

فُجْأَةً . فِي الْفُجْأَةِ: ئۇشتۇمتۇت، تۇيۇقسىز، تاسادىپىي.

فَجَّ يَفُجّ فَجًّا الرَّجُلُ: چوڭ ئاتلاپ ماڭدى.

فَجٌّ ج فِجَاجٌ وَ أَفِجَّةٌ: تاغ ئارىسىدىكى چوڭ يول؛ تاغ جىلغىسى.

مِنْ فَجّ عَمِيقٍ: ھەممە يەردىن، بۇلۇڭ-پۇچقاقتىن.

مِنْ كُلّ فَجّ وَصَوْبٍ: تەرەپ-تەرەپتىن.

مِنْ جَمِيعِ فِجَاجِ الْأَرْضِ: دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىن.

﴿وَعَلَى كُلّ ضَامِرٍ يَأْتِينَ مِنْ كُلّ فَجّ عَمِيقٍ﴾ «قرآن»: ئۇلار پىيادە ۋە ئورۇق تۆگىلەرگە مىنىپ كېلىدۇ، ئورۇق تۆگىلەر يىراق يوللارنى بېسىپ كېلىدۇ.

فِجٌّ . فِجَّةٌ: توك، خام.

فَاكِهَةٌ فِجَّةٌ: توك مېۋە.

«لاَتَأْكُلِ الْفَوَاكِهَ فَجَّةً وَ لاَ الطَّعَامَ حَارًّا»: خام مېۋىنى ۋە بەك ئىسسىق تاماقنى يېمە.

فَجَجٌ: قەدەم ئارىلىقى كەڭ بولماق.

فَجَّرَ يُفَجِّرُ تَفْجِيرًا الْمَاءَ: سۇ قويدى، سۇ ئۇتتى.

﴿أَوْ تَكُونَ لَكَ جَنَّةٌ مِنْ نَخِيلٍ وَعِنَبٍ فَتُفَجِّرَ الْأَنْهَارَ خِلَالَهَا تَفْجِيرًا﴾ «قرآن»: ياكى سېنىڭ

خورملىنىشىق، تالالىق ۋە ئوتتۇرىسىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان بىر بېغىمىز بولسۇن.

فَجَّرَ الْقَذِيفَةَ: بومبىنى پارتلاتتى.

فَجَّعَ يُفَجِّعُ تَفْجِيعًا: قايغۇ-ھەسرەتتە، ئېچىندۇردى، بىئارام قىلدى.

فَجَّى يُفَجِّي تَفْجِيَةً الشَّيْءَ: نەرسىنى ئېچىۋەتتى.

فَجَرَ يَفْجُرُ فَجْرًا الْمَاءَ: سۇ تۇتتى، سۇ قۇيدى.

فَجَرَ الْقَنَاةَ: قانال چاپتى.

﴿وَقَالُوا لَنْ نُؤْمِنَ لَكَ حَتَّى تَفْجُرَ لَنَا مِنَ الْأَرْضِ يَنْبُوعًا﴾ «قرآن»: ئۇلار ئېيتتى: «تاكى سەن بىزگە يەر ئاستىدىن بىر بۇلاقنى ئېتىلدۇرۇپ چىقارغۇچە، ساڭا ھەرگىز ئىشەنمەيمىز».

فَجَرَ يَفْجُرُ فَجْرًا وَ فُجُورًا الْمَعَاصِي: گۇناھ قىلدى، كەيپ-ساپا قىلدى.

فَجَرَ فِي يَمِينِهِ: يالغان قەسەم قىلدى.

فَجَرَ بِامْرَأَةٍ: زىنا قىلدى، بۇزۇقچىلىق قىلدى.

﴿بَلْ يُرِيدُ الْإِنْسَانُ لِيَفْجُرَ أَمَامَهُ﴾ «قرآن»: بەلكى ئىنسان كەلگۈسى ھاياتىدا گۇناھ ئەزۋەيلىمەكچى بولىدۇ.

فَجْرٌ: تاڭ سەھەر، سەھەر ۋاقتى؛ گۇناھ ئۆتكۈزمەك، يولدىن چىقماق.

«إِنَّهُ يَسْتَيْقِظُ فَجْرَ كُلِّ يَوْمٍ»: ئۇ ھەر كۈنى تاڭ يورۇغاندا ئويغىنىدۇ.

﴿سَلَامٌ هِيَ حَتَّى مَطْلَعِ الْفَجْرِ﴾ «قرآن»: شۇ كېچە تاڭ يورۇغانغا قەدەر پۈتۈنلەي تىنچ-ئامانلىقتىن ئىبارەتتۇر.

صَلَاةُ الْفَجْرِ: بامدات ناماز.

الْفَجْرُ الْمُسْتَطِيرُ: سۈبھى سادىق.

الْفَجْرُ الْمُسْتَطِيلُ: سۈبھى كازىب.

فَجَسَ يَفْجُسُ فَجْسًا: ھاكاۋۇرلۇق قىلدى، يامان ئىشنى پەيدا قىلدى.

فَجَسَ فُلَانًا: پالانىنى بويسۇندۇردى.

فَجَعَ يَفْجَعُ فَجْعًا غَيْرَهُ: قايغۇ-ھەسرەتكە قويدى، ئېچىندۇردى؛ بىئارام قىلدى، ئازابلىدى.

«فَجَعَهُ مَوْتُ صَدِيقِهِ»: دوستىنىڭ ئۆلۈمى ئۇنى ئېچىندۇردى.

فَجْفَاجٌ: پوچى، ئالدامچى.

فَجْفَجَ يُفَجْفِجُ فَجْفَجَةً: پو ئاتتى، لاپ ئۇردى.

فَجِلَ يَفْجَلُ فَجَلًا الشَّيْءُ: بوشاپ كەتتى، ئۆزىنى قويۇۋەتتى.

فُجْلٌ: تۇرۇپ.

فَجَمَ يَفْجِمُ فَجْمًا الشَّيْءَ: نەرسىنى سۇندۇرۇۋەتتى.

فَجْوَاءُ: يېرىق، چاك، مەيدان، بوشلۇق يەر.

فَجْوَةٌ ج فَجَوَاتٌ وَ فِجَاءٌ: يوچۇق، ئاراچ، يېرىق.

﴿وَإِذَا غَرَبَتْ تَقْرِضُهُمْ ذَاتَ الشِّمَالِ وَهُمْ فِي فَجْوَةٍ مِنْهُ﴾ «قرآن»: كۈن پاتقان چاغدا، ئۇلارنىڭ غارنىڭ شىمال تەرىپىگە ئۆتۈپ كەتكەنلىكىنى كۆرىسەن. (يەنى، غارنىڭ ئىشىكى شىمال تەرەپتە بولغانلىقتىن كۈننىڭ نۇرى غارنىڭ ئىككى تەرىپىگە چۈشۈپ تۇرىدۇ، ئاللاھ ئۇلارنى ھۆرمەتلىگەنلىكتىن كۈن چىققاندىمۇ، كۈن پاتقاندىمۇ ئۇنىڭ نۇرى ئۇلارنىڭ ئۈستىگە چۈشمەيدۇ). ئۇلار بولسا، غارنىڭ (ئوتتۇرىسىدىكى) بوشلۇقتىدۇر.

«بَيْنَ مَوْقِفِنَا وَ مَوْقِفِهِمْ فَجْوَةٌ وَاسِعَةٌ»: بىز بىلەن ئۇلارنىڭ مەيدانىمىز ئوتتۇرىسىدا چوڭ يوچۇق بار.

فُجُورٌ: گۇناھ قىلماق، يولدىن چىقماق؛ يامان ئىش.

إِنْغَمَسَ فِي الْفُجُورِ: گۇناھقا چۆمۈپ كەتتى.

﴿فَأَلْهَمَهَا فُجُورَهَا وَ تَقْوَاهَا﴾ «قرآن»: ئۇنىڭ ياخشى-يامانلىقىنى بىلدۈرگەن...

فَجُوعٌ: كىشىنى ئازابلىغۇچى، دەرد-ئەلەمگە

سالغۇچى، رەنجىتكۈچى.

فَجِيعَةٌ ج فَجَائِعُ: پاجىئە، تراگېدىيە.

فَحَا يَفْحُو فَحْوًا بِكَلَامِهِ كَذَا: ئىشارەت بىلەن سۆزلىدى.

فَحًا (الْفَحَا) ج أَفْحَاءٌ: ئۇرۇق، دان.

فَحَاشَةٌ: ئەخلاقسىزلىق، نومۇسسىزلىق، ئۇياتسىزلىق، پەسكەشلىك.

فَحَثَ يَفْحَثُ فَحْثًا عَنْهُ: ئىزدىدى، ئاختۇردى.

فَحَجَ يَفْحَجُ فَحْجًا الرَّجُلُ: هاكاۋۇرلۇق قىلدى.

فَحِجَ يَفْحَجُ فَحَجًا وَ فَحْجَةً فِي مِشْيَتِهِ: پۇتىنى ئۆچىدا دەسسەپ ماڭدى.

فَحَّ يَفِحُّ فَحِيحًا النَّائِمُ: پۇشۇلداپ ئۇخلىدى.

فَحَّ يَفِحُّ فَحًّا وَ فَحِيحًا الْأَفْعَى: يىلان كۇشۇلدىدى.

فَحَّارٌ: چىۋىن لىچىنكىسى.

فَحَّاشٌ: بوزۇق، ئازغۇن.

فَحَّامٌ ج فَحَّامُونَ: كۆمۈر سودىگىرى، كۆمۈرچىلىك بىلەن مەشغۇل بولغۇچى؛ ئوت قالىغۇچى، پار قازان ئىشچىسى.

فَحَّامَةٌ ج فَحَّامَاتٌ: كۆمۈر توشۇغۇچى پاراخوت.

فَحَّجَ يُفَحِّجُ تَفْحِيجًا فِي مَشْيِهِ: پۇتىنى ئۆچىدا دەسسەپ ماڭدى.

فَحَّشَ يُفَحِّشُ تَفْحِيشًا بِهِ: ئۇنى ئەيىبلىدى، مالامەت قىلدى.

فَحَّصَ يُفَحِّصُ تَفْحِيصًا عَنْهُ: ئۇنى بىراقلاشتۇرۇۋەتتى.

فَحَّمَ يُفَحِّمُ تَفْحِيمًا الشَّيْءَ: نەرسىنى قارايتتى.

فَحَّمَ الْخَشَبَ: ياغاچنى كۆمۈرگە ئايلاندۇردى.

فَحَرَ يَفْحَرُ فَحْرًا: كولىدى، ئويدى، نەقىش قىلدى.

فَحُشَ يَفْحُشُ فُحْشًا وَ فَحَاشَةً الْأَمْرُ: ناھايىتى سەت ئىش بولدى؛ ھەددىدىن ئاشتى.

فَحُشَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال زىنا قىلدى.

«فَحُشَ ظُلْمُهُ فَثَارَ النَّاسُ عَلَيْهِ»: ئۇنىڭ زۇلمى ھەددىدىن ئېشىۋىدى، كىشىلەر ئۇنىڭغا قارشى قوزغالدى.

فُحْشٌ: ناسەۋزا گەپ، ناشايان ئىش؛ ئەدەپسىزلىك؛ گۇناھ.

«مَا كَانَ الْفُحْشُ فِي شَيْءٍ إِلَّا شانَهُ وَمَا كَانَ الْحَيَاءُ فِي شَيْءٍ إِلَّا زَانَهُ» ‹حديث›: بەھايالىق كىشىنى سەت كۆرسىتىدۇ، نومۇسچانلىق كىشىگە ھۆسن قوشىدۇ.

فَحْشَاءُ: پاھىشە، زىنا؛ قەبىھ ئىش، نومۇسلۇق ئىش؛ گۇناھ.

﴿الشَّيْطَانُ يَعِدُكُمُ الْفَقْرَ وَيَأْمُرُكُمْ بِالْفَحْشَاءِ﴾ ‹قرآن›: شەيتان سىلەرنى پېقىرلىقتىن قورقۇتىدۇ، يامان ئىشلارغا بۇيرۇيدۇ.

فَحَصَ يَفْحَصُ فَحْصًا: تەكشۈردى، قاراپ چىقتى، كۆزدىن كەچۈردى.

فَحَصَ الْبَوْلَ: سۈيدۈكنى تەكشۈردى.

فَحَصَ الْمُعَلِّمُ التَّلَامِيذَ: ئوقۇتقۇچى ئوقۇغۇچىلارنى سىناپ كۆردى.

فَحَصَ الشَّيْءَ: نەرسىنى ئىنچىكە تەكشۈردى.

فَحَصَ السَّيَّارَةَ: ئاپتوموبىلنى تەكشۈردى.

فَحْصٌ: تەكشۈرمەك، تەجرىبە قىلماق، تەتقىق قىلماق.

مَكْتَبُ الْفَحْصِ: تەجرىبە بۆلۈمى.

فَحْلٌ ج فُحُولٌ: ھايۋانىنىڭ ئەركىكى؛ كۆزگە كۆرۈنگەن، مەشھۇر.

شَاعِرٌ فَحْلٌ: ئاتاقلىق شائىر.

فُحُولُ الْعُلَمَاءِ: ئاتاقلىق ئۆلىمالار.

فَحْلَةٌ: جاسارەتلىك ئايال.

فَحَمَ يَفْحَمُ فَحْمًا: جاۋاب بېرەلمەي تۇرۇپ قالدى.

فَحِمَ يَفْحَمُ فَحْمًا وَ فُحُومًا وَ فُحَامًا الصَّبِيُّ: كىچىك بالا قاتتىق يىغلاپ ئاۋازى بوغۇلۇپ قالدى.

فَحِمَ يَفْحَمُ فُحُومًا الْبِئْرُ: قۇدۇقنىڭ سۈيى توختاپ

قالدى.

فَحَمَ يَفْحَمُ فُحُومًا وَفُحُومَةً الشَّيْءُ: نەرسە قارىيىپ قالدى.

«ضَاقَ نَفْسُهُ وَ فَحَمَ وَ جْهُهُ»: نەپسى سىقىلىپ يۈزى قارىداپ كەتتى.

فَحْمٌ: كۆمۈر.

فَحْمٌ نَبَاتِيٌّ: ياغاچكۆمۈر.

فَحْمٌ مَعْدَنِيٌّ: تاشكۆمۈر.

فَحْمٌ عُضْوِيٌّ: ئۇگلېرود، كاربون.

«لِلْفَحْمِ فَوَائِدُ كَثِيرَةٌ فَضْلًا عَنْ اسْتِخْدَامِهِ وَقُودًا»: كۆمۈرنى يېقىلغۇ قىلىنىشتىن باشقا، يەنە نۇرغۇن جايلاردا ئىشلىتىلىدۇ.

فَحْمُ رُجُوعٍ: كۆمۈر كۈلى.

قَلَمُ فَحْمٍ: كۆمۈر قەلەم، راشكول (رەسىم سىزىدىغان).

مَنَاجِمُ الْفَحْمِ: كۆمۈر كېنى.

فَحْمَةٌ ج فَحَمَاتٌ وَ فِحَامٌ وَ فُحُومٌ: بىر پارچە كۆمۈر.

فَحْمَةُ اللَّيْلِ: كېچىنىڭ قاراڭغۇلۇقى، تۈن قاراڭغۇسى.

فَحْمِيٌّ: كۆمۈردەك، قاپقارا؛ كاربونلۇق.

الْحُمَّى الْفَحْمِيَّةُ. جَمْرَةٌ فَحْمِيَّةٌ: كۆيدۈرگە كېسىلى.

فَحْوَاءُ: مەنە، مەزمۇن؛ مەقسەت.

فُحُولَةٌ: مەيۋەتلىك، مەشمەتلىك، ئەركەكلىك.

فُحُومَاتٌ: ھەر خىل دەرىجىلىك كۆمۈرلەر.

فَحْوَى ج فَحَاوٍ وَ فَحَاوَى: مەنە، مەزمۇن؛ مەقسەت.

فَحْوَى الرِّسَالَةِ: خەتنىڭ مەزمۇنى.

فَحْوَى الْقَوْلِ: خۇلاسە كالام، گەپنىڭ پوسكاللىسى.

فِحًى ج أَفْحَاءٌ: ئۇرۇق، دان.

فَحِيحٌ: يىلاننىڭ كۇشۇلدىغان ئاۋازى.

«لَهُ صَوْتٌ يُشْبِهُ الْفَحِيحَ»: ئۇنىڭ ئاۋازى يىلاننىڭ كۇشۇلدىشىغا ئوخشايدۇ.

فَحِيمٌ: قاپقارا، تۇم قارا.

فَخَامَةٌ: ئۇلۇغلۇق، چوڭلۇق، كاتتىلىق.

فَخَامَةُ رَئِيسِ الْجُمْهُورِيَّةِ: رەئىس جانابلىرى.

فَخَتَ يَفْخَتُ فَخْتًا الرَّجُلُ: يالغان ئېيتتى؛ غادىيىپ ماڭدى.

فَخَتَ الشَّيْءَ: نەرسىنى كەستى، ئۈزدى، تەشتى.

فَخَتَ الْإِنَاءَ: قاچىنى ئاچتى.

فَخَتَ السَّقْفَ: تورۇسنى تەشتى، تۈڭلۈك ئاچتى.

«فَخَتَتِ الْقَذِيفَةُ السَّقْفَ»: بومبا تورۇسنى ئېچىۋەتتى.

فَخَتَتِ الْفَاخِتَةُ: پاختەك سايرىدى، گۇگۇكلىدى.

فَخَّ يَفِخُّ فَخًّا وَ فَخِيخًا النَّائِمُ: خورەك تارتتى.

فَخَّتِ الْحَيَّةُ: يىلان كۇشۇلدىدى.

فَخَّتِ الرَّائِحَةُ: خۇش پۇراق تارقالدى.

فَخٌّ ج فُخُوخٌ وَ فِخَاخٌ: قىسماق، قاپقان، تۇزاق.

وَقَعَ فِي فَخٍّ: تورغا چۈشتى.

فَخَّارٌ: ساپال، ساپال بۇيۇملار.

صِنَاعَةُ الْفَخَّارِ: ساپالچىلىق سانائىتى.

﴿خَلَقَ الْإِنْسَانَ مِنْ صَلْصَالٍ كَالْفَخَّارِ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ ئىنساننى (يەنى، ئاتائىلار ئادەمنى) (چەكسە جاراڭلايدىغان) ساپالدەك قۇرۇق لايدىن ياراتتى.

«أُفَضِّلُ الْأَوَانِيَ الْمَصْنُوعَةَ مِنَ الْفَخَّارِ عَلَى الْأَوَانِي الْمَعْدَنِيَّةِ»: ساپال قاچىلارنى مېتال قاچىلاردىن ئارتۇق كۆرىمەن.

فَخَّارِيٌّ ج فَخَّارِيُّونَ: ساپالچى، كۇلالچى.

أَوَانٌ فَخَّارِيَّةٌ: ساپال قاچا-قۇچىلار.

فَخَّةٌ: پاسكىنا ئايال.

فَخَّخَ يُفَخِّخُ تَفْخِيخًا الْمَكَانَ: جايغا پارتلاتقۇچنى ئورناتتى.

فَخَّمَ يُفَخِّمُ تَفْخِيمًا: ئۇلۇغلىدى، قەدىرلىدى.

فَخَّمَ الْحُرُوفَ: كۆپتۈرۈپ سۆزلىدى.

فِخِّيرٌ: تەكەببۇر، مەنمەنچى.

فَخَذَ يَفْخِذُ فَخْذًا فُلَانًا: پالانىنىڭ يوتىسىنى سۇندۇرۇۋەتتى.

فَخْذٌ. فَخِذٌ ج أَفْخَاذٌ: يوتا، سان.

عَظْمُ الْفَخِذِ: يوتا سۆڭىكى.

فَخْذُ لَحْمٍ: سان گۆشى.

فَخْذٌ ج أَفْخَاذٌ: ئايماق.

فَخْذِيٌّ: يوتىنىڭ، سانىنىڭ، ساغرىلىق.

فَخَرَ يَفْخَرُ فَخْرًا وَ فَخَرًا وَ فَخَارًا وَ فَخَارَةً الرَّجُلُ: پەخرىي قىلدى، مەگسىندى، ماختاندى.

«فَخَرَ بِمَرْكَزِهِ وَ مَرْكَزِ عَائِلَتِهِ»: ئۆزىنىڭ ۋە ئائىلىسىنىڭ ئورنى بىلەن پەخىرلەندى.

فَخِرَ يَفْخَرُ فَخَرًا الرَّجُلُ: تەكەببۇرلۇق قىلدى، چوڭچىلىق قىلدى.

«إِنَّ اللهَ أَوْحَى إِلَيَّ أَنْ تَوَاضَعُوا حَتَّى لَايَفْخَرَ أَحَدٌ عَلَى أَحَدٍ وَلَايَبْغِي أَحَدٌ عَلَى أَحَدٍ» ‹حديث›: ئاللاھ ماڭا سىلەرنىڭ كەمتەر بولۇپ بىر-بىرىڭلارغا پەخىر قىلماسلىقنى ۋە بىر-بىرىڭلارغا زۇلۇم قىلماسلىقنى ۋەھيى قىلدى.

فَخْرٌ. فَخْرَةٌ: پەخرىي، شەرەپ.

إِكْلِيلُ الْفَخْرِ: شەرەپ تاجى.

«لَيْسَ هُنَاكَ مَدْعَاةٌ لِلْفَخْرِ»: بۇ يەردە پەخرىي قىلىشنىڭ ئورنى يوق.

فَخْرِيٌّ: نام، ئابرۇي، پەخىر.

رَئِيسٌ فَخْرِيٌّ: پەخرىي رەئىس.

عُضْوٌ فَخْرِيٌّ: پەخرىي ئەزا.

فَخْفَخَ يُفَخْفِخُ فَخْفَخَةً: پەخرىي قىلدى، كۆرەڭلەندى، ماختانچاقلىق قىلدى.

فَخْفَخَةٌ: ماختانچاقلىق قىلماق، چوڭچىلىق قىلماق.

عَاشَ عِيشَةً فَخْفَخَةً: ھەشەمەتچىلىك بىلەن تۇرمۇش كەچۈردى.

فَخُمَ يَفْخُمُ فَخَامَةً: ئۇلۇغۋار بولدى، قەدىرلىك بولدى، ھەيۋەتلىك بولدى.

«كُنْتُ أَرَى هَذَا الْبِنَاءَ حَقِيرًا فَلَمَّا حَدَّثَنِي عَنْ تَارِيخِهِ فَخُمَ فِي عَيْنِي»: مەن بۇ بىنانى تۆۋەن كۆرەتتىم، سەن ئۇنىڭ تارىخىنى سۆزلەپ بەرگەندىن كېيىن كۆزۈمگە چوڭ كۆرۈندىغان بولدى.

فَخْمٌ ج فِخَامٌ: قەدىرلىك، ھەشەمەتچىلىك.

قَصْرٌ فَخْمٌ: ھەيۋەتلىك بىنا.

فَخُورٌ ج فُخُورُونَ: تەكەببۇر، مەنمەنچى.

﴿إِنَّ اللهَ لَايُحِبُّ كُلَّ مُخْتَالٍ فَخُورٍ﴾ ‹قرآن›: ئاللاھ ھەقىقەتەن ھاكاۋۇر، ئۆزىنى چوڭ تۇتقۇچىلارنى دوست تۇتمايدۇ.

«إِنِّي فَخُورٌ بِكُمْ وَبِمَا قَدَّمْتُمْ لِبَلَدِكُمْ»: مەن سىلەر بىلەن ۋە سىلەرنىڭ يۇرتۇڭلارغا كۆرسەتكەن تۆھپەڭلار بىلەن پەخىرلىنىمەن.

فَخِيمٌ: قەدىرلىك، سەلتەنەتلىك.

فِدَاءٌ: فىديە، تۆلەم، بەدەل تۆلەش يولى بىلەن سېتىۋېلىش.

﴿فَإِمَّا مَنًّا بَعْدُ وَإِمَّا فِدَاءً حَتَّى تَضَعَ الْحَرْبُ أَوْزَارَهَا﴾ ‹قرآن›: ئاندىن ئۇلارنى ئېھسان قىلىش يۈزىسىدىن قويۇپ بېرىڭلار، ياكى فىدىيە ئېلىپ قويۇپ بېرىڭلار.

مَاتَ فِدَاءً لِوَطَنِهِ: ۋەتىنى ئۈچۈن قۇربان بولدى.

فِدَائِيٌّ ج فِدَائِيُّونَ: پىدائىي، پىدائىي ئەسكەر، زەربىدار ئەسكەر، پارتىزان.

«دَمَّرَ الْفِدَائِيُّونَ سَيَّارَةً عَسْكَرِيَّةً لِلْعَدُوِّ»: پىدائىيلار دۈشمەننىڭ ماشىنىسىنى پاچاقلاپ تاشلىدى.

فَدَاحَةٌ: ھەددىدىن ئارتۇق.

فِدَامٌ / فَدَّامٌ ج فُدُمٌ: سۈزگۈچ.

فَدَانٌ ج فُدُنٌ وَ أَفْدِنَةٌ وَ فَدَادِينُ: بىر قوش كالا.

فَدَحَ يَفْدَحُ فَدْحًا ـ هُ الْأَمْرُ: ئىشنى ئۇنى

چارچىتتۇۋەتتى.

فَدَحَهُ الدَّيْنُ: ئۇنى قەرز بېسىۋالدى.

فَدَخَ يَفْدَخُ فَدْخًا الشَّيْءَ: سۇندۇردى، ئۇشتىدى.

فَدَخَ الْعُودَ: ياغاچنى ياردى.

فَدَّ يَفِدُّ فَدًّا وَ فَدِيدًا الطَّائِرُ: قۇش قانات قاقتى، قۇش ئاۋازلىق سايرىدى.

فَدَّ الرَّجُلُ: كىشى يۈگۈردى، قاچتى.

فَدَّادٌ ج فَدَّادُونَ: ۋارقىرىغۇچى، چاقىرغۇچى، ماكاۋۇر.

فَدَادَةٌ: ياقا؛ توخۇ يۈرەك.

فَدَّامٌ . فَدَّامَةٌ: سۈزگۈچ.

فَدَّانٌ ج فَدَادِينُ: مىسىر ئۆلچەم بىرلىكى بولۇپ، بىر پەددان 42 ئارغا ياكى 24 قىراتقا تەڭ، ياكى 4200 كۋادرات مېتىر تېرىلغۇ يەر مىقدارى؛ ساپان، سوقا.

فَدَّانُ أَرْضٍ: بىر قوشلۇق يەر.

فَدَّرَ يُفَدِّرُ تَفْدِيرًا الْحِجَارَةَ: تاشنى چوقۇدى.

فَدَّنَ يُفَدِّنُ تَفْدِينًا الْبِنَاءَ: بىنانى ئېگىزلەتتى.

فَدَّنَ الْإِبِلَ: تۆگىنى سەمرىتتى.

فَدَّنَ الثَّوْبَ: رەختنى قىزىلغا بويىدى.

فَدَوْمٌ: سۈزگۈچ.

فَدَّى يُفَدِّي تَفْدِيَةً فُلَانًا: ساڭا جېنىم پىدا، دېدى.

فَدَرَ يَفْدِرُ فَدْرًا وَ فُدُورًا اللَّحْمُ: گۆش سوۋۇپ قالدى.

فَدِرَ يَفْدَرُ فَدَرًا: ئەخمەق بولدى، دۆتلەشتى.

فُدْسٌ ج فِدَسَةٌ: ئۆمۈچۈك.

فَدَشَ يَفْدُشُ فَدْشًا رَأْسَهُ: ئۇنىڭ بېشىنى يېرىۋەتتى.

فَدَغَ يَفْدَغُ فَدْغًا ـــ هُ: ئۇنى ياردى، ئۇنى ئازراق يېرىۋەتتى.

فَدِغَ يَفْدَغُ فَدَغًا: بېغىش ئېگىلىپ قالدى.

فَدَغٌ: بوغۇم ياللۇغى، ئۆگە ياللۇغى.

فَدَغَ يَفْدَغُ فَدْغًا: چاقتى.

فَدَغَتِ الْعَصَا رَأْسَهُ: تاياق ئۇنىڭ بېشىنى يېرىۋەتتى.

فَدْفَدَ يُفَدْفِدُ فَدْفَدَةً: تۈزلىدى، ۋاقىرىدى.

فَدْفَدٌ ج فَدَافِدُ: چۆل، جەزىرە، دالا.

«كَانَ هَذِهِ الْمَزَارِعُ الْخَضْرَاءُ قَبْلَ بِنَاءِ السَّدِّ فَدْفَدًا قَاحِلًا»: بۇ ياپېشىل زىرائەتلىك توغان ياسىلىشتىن بۇرۇن جاڭگال ئىدى.

فَدَمَ يَفْدِمُ فَدْمًا عَلَى الْإِبْرِيقِ: چۆگۈننىڭ ئۇستىگە سۈزگۈچ قويدى.

فَدُمَ يَفْدُمُ فَدَامَةً وَ فُدُومَةً: دۆتلۈك قىلدى، ھاماقەتلىك قىلدى؛ سەمرىپ كەتتى.

فَدَنَ يَفْدُنُ فَدْنًا الثَّوْبَ: رەختنى قىزىلغا بويىدى.

فَدَنَ الثَّوْرَيْنِ: يەر ئاغدۇرۇش ئۈچۈن ئىككى ئۆكۈزنى جۈپلىدى، قوشقا قاتتى.

فَدْنٌ ج أَفْدَانٌ: قىزىل بوياق؛ ئېگىز بىنا.

فَدَى يَفْدِي فِدًى / فَدًى وَ فِدَاءً غَيْرَهُ: ھەق تۆلەپ قايتۇرۇۋالدى.

فَدَى فُلَانًا بِحَيَاتِهِ: ساڭا جېنىمنى پىدا قىلدىم، دېدى.

﴿وَفَدَيْنَاهُ بِذِبْحٍ عَظِيمٍ﴾ ‹قرآن›: بىز ئۇنىڭ ئورنىغا چوڭ بىر قۇربانلىقنى (يەنى، جەننەتتىن چىققان قوچقارنى) بەردۇق.

فِدًى: فىدىيە، تۆلەم، (بەدەل تۆلەش يولى بىلەن سېتىۋېلىش)، قۇتقۇزۇش؛ قۇربانلىق قىلىش.

كَبْشُ الْفِدَى: قۇربانلىق قوي.

فِدْيَةٌ ج فِدًي: تۆلەم، فىدىيە (ئەسىرنى ياكى باشقىلارنى قويۇپ بېرىش بەدىلىگە ئېلىنىدىغان مال).

﴿وَعَلَى الَّذِينَ يُطِيقُونَهُ فِدْيَةٌ طَعَامُ مِسْكِينٍ﴾ ‹قرآن›: روزىنى (قېرىلىق ياكى ئاجىزلىق تۈپەيلىدىن مۇشەققەت بىلەن) ئاران تۇتىدىغان كىشىلەر تۇتمىسا، (كۈنلۈكى ئۈچۈن) بىر مىسكىن تويغۇدەك تاماق فىدىيە بېرىشى لازىم.

«طَالَبَ مُخْتَطِفُوهُ بِفِدْيَةٍ كَبِيرَةٍ لإِطْلَاقِ سَرَاحِهِ»: ئۇتقۇن قىلغۇچىلار ئۇنى قويۇۋېتىش ئۈچۈن زور تۆلەم بېرىشنى تەلەپ قىلدى.

فَذَّ يَفِذُّ فَذًّا فُلَانًا: ھەيدەپ چىقاردى، سۈرگۈن قىلىۋەتتى.

فَذَّ عَنْ أَصْحَابِهِ: ھەمراھلىرىدىن ئايرىلىپ يالغۇز قالدى.

فَذٌّ ج أَفْذَاذٌ وَ فُذُوذٌ: بىردىنبىر، يەككە، يەككە-يېگانە، يالغۇز، تەنھا؛ مىسلىسىز، ئىمتىيازلىق.

هُوَ فَذٌّ فِي عِلْمِهِ: ئۇ بىلىمدە يېگانىدۇر.

«صَلَاةُ الْجَمَاعَةِ أَفْضَلُ مِنْ صَلَاةِ الْفَذِّ بِسَبْعٍ وَ عِشْرِينَ دَرَجَةً» ‹حديث›: جاماھەت بىلەن ئوقۇلغان ناماز يالغۇز ئوقۇلغان نامازدىن 25 ھەسسە ئارتۇقتۇر.

رِجَالٌ أَفْذَاذٌ: مەشھۇر ئەربابلار.

فَذْلَكَ يُفَذْلِكُ فَذْلَكَةً الْحِسَابَ: ھېسابنى بوغدى.

فَذْلَكَةٌ ج فَذَالِكُ: مەزمۇن، خۇلاسە؛ چىقىم تالونى.

فَرَاءٌ: ياۋا ئېشەك، قۇلان.

فُرَاتٌ: تاتلىق، شېرىن.

مَاءٌ فُرَاتٌ: تاتلىق سۇ.

نَهْرُ الْفُرَاتِ: فۇرات دەرياسى.

﴿وَأَسْقَيْنَاكُمْ مَاءً فُرَاتًا﴾ ‹قرآن›: سىلەرنى تاتلىق سۇ بىلەن سۇغاردۇق.

الْفُرَاتَانِ: فۇرات دەرياسى بىلەن دىجلە دەرياسى.

فُرَادَى: تاق؛ تەنھا؛ بىردىنبىر، بىر-بىرلەپ.

﴿قُلْ إِنَّمَا أَعِظُكُمْ بِوَاحِدَةٍ أَنْ تَقُومُوا لِلّٰهِ مَثْنَى وَفُرَادَى﴾ ‹قرآن›: ئېيتقىنكى، «مەن سىلەرگە بىر ئىشنى تەۋسىيە قىلىمەن، سىلەر خۇدالىق ئۈچۈن ئىككىدىن، يا بىردىن تۇرۇڭلار...».

فِرَارٌ: قاچماق، قېچىپ كەتمەك.

لَاذَ بِالْفِرَارِ: قېچىپ كەتتى.

﴿قُلْ لَنْ يَنْفَعَكُمُ الْفِرَارُ إِنْ فَرَرْتُمْ مِنَ الْمَوْتِ أَوِ الْقَتْلِ﴾ ‹قرآن›: ئېيتقىنكى، «ئەگەر سىلەر ئۆلۈمدىن يا ئۆلتۈرۈلۈشتىن قاچساڭلار، قېچىشىڭلار سىلەرگە ھېچقانداق پايدىسى يوق».

فُرَارٌ: قوزا، ئوغلاق.

فَرَاسَةٌ: چەۋەندازلىق.

فِرَاسَةٌ: پاراسەت، ماھارەت، سەنئەت؛ بايقاش ئىقتىدارى.

فِرَاشٌ ج فُرُشٌ وَ أَفْرِشَةٌ: تۆشەك، كۆرپە.

فِرَاشُ الْمَرَضِ: كېسەل كارىۋىتى.

قَرْحَةُ الْفِرَاشِ: ياتاق يارىسى، كۆرپە يارىسى.

﴿مُتَّكِئِينَ عَلَى فُرُشٍ بَطَائِنُهَا مِنْ إِسْتَبْرَقٍ﴾ ‹قرآن›: ئۇلار ئەستەرلىرى قېلىن تاۋاردىن بولغان تۆشەكلەرگە يۆلىنىدۇ.

«أَمْلَى وَصِيَّتَهُ وَهُوَ عَلَى فِرَاشِ الْمَوْتِ»: ئۆلۈم كېسىلىدە ۋەسىيەتنامە يازدى.

فَرَاشَةٌ ج فَرَاشٌ: پەرۋانە؛ يەڭگىللىتەك ئادەم، شاللاق ئادەم.

﴿يَوْمَ يَكُونُ النَّاسُ كَالْفَرَاشِ الْمَبْثُوثِ﴾ ‹قرآن›: شۇ كۈندە ئىنسانلار تارىلىپ كەتكەن پەرۋانىدەك بولۇپ كېتىدۇ.

فَرَاغٌ ج فَرَاغَاتٌ: بوشلۇق، خالىي، بوش.

«لِعَامِ فَرَاغِ الشُّغْلِ أَنْشَدَ صَالِحُ    لَقَدْ تَمَّ بَيْتُ الرَّبِّ أَجْزَلُ بُنْيَانِ»: كەمىنە سالىھ (داموللا ھاجىم) ئاللاھنىڭ بەھەيۋەت ئۆيىنىڭ قۇرۇلۇشى تاماملانغانلىق مۇناسىۋىتى بىلەن (بۇ مىسرادىن ئەبجەد ھېسابى بىلەن مەسجىدنىڭ پۈتكەنلىك تارىخىنى چىقىرىپ) شېئىر يازدى.

فَرَاغُ الْفَمِ: ئېغىز بوشلۇقى.

فَرَاغٌ مِنَ الْعَمَلِ: تەتىل، دەم ئېلىش، ئىشتىن

چۇشۇش.

بَيْتُ الْفَرَاغِ: هاجەتخانا، خالاجاي.

وَقْتُ الْفَرَاغِ: بوش ۋاقىت.

تَرَكَ سَطْرَهُ فَرَاغًا: قۇرنى بوش قالدۇردى.

«إِمْلَاءُ الْفَرَاغِ بِالْكَلِمَةِ الْمُنَاسِبَةِ»: بوش قۇرۇنى مۇۋاپىق سۆزلەر بىلەن تولدۇرغىن.

فَرَاغِيٌّ: بوشلۇق.

الْهَنْدَسَةُ الْفَرَاغِيَّةُ: سىتېرومېتىر.

فُرَافِرُ: ئەخمەق، كوت-كوت، گالۋاڭ، تېتىك؛ قۇشقاچ، ئوغلاق، موزاي، يولۋاس، سېمىز پاقلان، باش بالا.

فِرَاقٌ: ئايرىلماق، پىراق.

«إِلْتَقَى الصَّدِيقَانِ بَعْدَ فِرَاقٍ طَوِيلٍ»: ئىككى دوست ئۇزاق مۇددەت ئايرىلىشتىن كېيىن ئۇچراشتى.

﴿قَالَ هَذَا فِرَاقُ بَيْنِي وَبَيْنِكَ﴾ «قۇرئان»: (خىزىر ئېيتتى:) «بۇ، سەن بىلەن مېنىڭ ئايرىلىش (ۋاقتىمىز)».

فَرَأٌ ج فِرَاءٌ وَ أَفْرَاءٌ: ياۋا ئېشەك، قۇلان.

فَرَتَ يَفْرُتُ فَرْتًا: يولدىن چىقتى، پاسىق بولدى.

فَرُتَ يَفْرُتُ فُرُوتَةً الْمَاءُ: سۇ تاتلىق بولدى، شېرىن بولدى.

فَرِتَ يَفْرَتُ فَرَتًا الرَّجُلُ: ئەقلى ئاجىز بولدى.

فُرْتُونَةٌ: بوران، قارا بوران، بوران-چاپقۇنلۇق يامغۇر.

فَرِثَ يَفْرَثُ فَرَثًا: تويدى.

فَرِثَ الْقَوْمُ: قوۋم تارقاپ كەتتى.

فَرْثٌ ج فُرُوثٌ: يىن.

﴿نُسْقِيكُمْ مِمَّا فِي بُطُونِهَا مِنْ بَيْنِ فَرْثٍ وَ دَمٍ لَبَنًا خَالِصًا سَائِغًا لِلشَّارِبِينَ﴾ «قۇرئان»: سىلەرنى چاھارپايلارنىڭ قارنىدىكى ماياق-تېزەكتىن ۋە قاندىن ئايرىلىپ چىققان پاكىز ۋە تەملىك سۈت بىلەن سۇغىرىمىز.

فَرَجَ يَفْرِجُ فَرْجًا الشَّيْءَ: ياردى، ئايرىدى، بۆلدى؛ كېڭەيتتى.

فَرَجَ الْهَمَّ: غەم-قايغۇنى يوقاتتى.

﴿وَإِذَا السَّمَاءُ فُرِجَتْ﴾ «قۇرئان»: ئاسمان يېرىلغان چاغدا ... (ۋەدە قىلىنغان قىيامەت مەيدانغا كېلىدۇ).

فَرَجَ الْأَزْمَةَ: كرىزىسنى تۈگەتتى.

فَرَجَ عَنْهُ: خاتىرجەم قىلدى، كۆڭلىنى تىنچىتتى.

فَرَجَهُ عَلَى الْبِلَادِ: ئۇنى سەيلە قىلدۇردى، يۇرت كەزگۈزدى.

فَرْجٌ ج فُرُوجٌ: يېرىق، تۆشۈك، كاۋاك؛ ئادەمنىڭ ئەۋرىتى؛ بوش ۋاقىت.

﴿وَالَّتِي أَحْصَنَتْ فَرْجَهَا﴾ «قۇرئان»: نومۇسىنى ساقلىغان ئايالنىڭ (يەنى، مەريەمنىڭ قىسسىسىنى بايان قىلغىن).

فَرَجٌ: خۇشاللىق، مەمنۇنىيەت، غەمدىن خالاس بولماق؛ كەڭلىك.

«بَعْدَ كُلِّ شِدَّةٍ فَرَجٌ»: ھەرقانداق دەردتىن قۇتۇلغىلى بولىدۇ.

فُرُجٌ: كەپ توشۇغۇچى، سۇخەنچى.

فِرْجَارٌ ج فَرَاجِيرُ: ئىككى پۇتلۇق سىركۇل.

خَطٌّ فِرْجَارِيٌّ: چەمبەر، چەمبەر ئايلانمىسى.

فِرْجَاطَةٌ: ھەربىي كېمە، ئۇرۇش كېمىسى.

فُرْجَةٌ ج فُرَجٌ: بوش ۋاقىت، بوش جاي؛ كامار؛ تۆشۈك، يوچۇق.

«سَافَرَ إِلَى الْخَارِجِ لِلْعِلَاجِ وَالْفُرْجَةِ»: داۋالىنىش ۋە كۆڭۈل ئېچىش ئۈچۈن سىرتقا سەپەر قىلدى.

«أَطَلَّ بِرَأْسِهِ مِنَ الْفُرْجَةِ»: يوچۇقتىن بېشىنى چىقاردى.

«أَمَا لِهَذَا الْغَمِّ مِنْ فُرْجَةٍ؟»: بۇ غەمدىن قۇتۇلىدىغان كۈنىمىز بولارمۇ؟

فَرْجَنَ يُفَرْجِنُ فَرْجَنَةً الدَّابَّةَ: ھايۋاننى تارغاق بىلەن

تارىدى.

فَرْجَنَ الثَّوْبَ: كىيىمنى چوتكا بىلەن تازىلىدى.

فِرْجَوْنٌ ج فَرَاجِيْنُ: تارغاق، چوتكا.

فَرَجِيَّةٌ ج فَرَجِيَّاتٌ وَ فَرَاجِيّ: تون، پەلتو، پەرىجە.

فَرِحَ يَفْرَحُ فَرَحًا: خۇشال بولدى، شادلاندى.

فَرِحَ بِنَجَاحِ إِبْنِهِ: ئوغلىنىڭ نەتىجىسى بىلەن خۇرسەن بولدى.

﴿لَا تَفْرَحْ إِنَّ اللهَ لَا يُحِبُّ الْفَرِحِيْنَ﴾ ‹قۇرئان›: كۆرەڭلەپ كەتمە، ئاللاھ ھەقىقەتەن كۆرەڭلەپ كەتكۈچىلەرنى دوست تۇتمايدۇ.

فَرَحٌ ج أَفْرَاحٌ: خۇشاللىق، شادلىق.

يَرْقُصُ فَرَحًا: خۇشاللىقتىن سەكرەپ كېتىدۇ.

يَالَلْفَرَحِ: نېمىدېگەن خۇشاللىق.

«تَقَالِيْدُهُمْ فِي الْأَفْرَاحِ تَخْتَلِفُ عَنْ تَقَالِيْدِنَا»: ئۇلارنىڭ تويى-تۆكۈن ئادىتى بىزنىڭ ئادىتىمىزگە ئوخشىمايدۇ.

فَرِحٌ ج فَرِحُوْنَ م فَرِحَةٌ ج فَرِحَاتٌ: خۇشال، خۇرسەن بولغۇچى.

﴿كُلُّ حِزْبٍ بِمَا لَدَيْهِمْ فَرِحُوْنَ﴾ ‹قۇرئان›: ھەر پىرقە ئۆز دىنى بىلەن خۇشالدۇر.

فَرْحَانٌ ج فَرْحَى ج فَرَاحَى: خۇشال، شاد.

عَادَ إِلَى بَيْتِهِ فَرْحَانًا: ئۆيىگە خۇشال ھالدا قايتتى.

فَرْحَةٌ ج فَرَحَاتٌ: خۇشاللىق، شاد-خۇراملىق.

«عَادَ الْإِبْنُ الْغَائِبُ وَعَمَّتِ الْفَرْحَةُ جَمِيْعَ أَفْرَادِ الْعَائِلَةِ»: سىرتتىكى ئوغۇل قايتىپ كېلىۋىدى، پۈتۈن ئائىلىنى خۇشاللىق قاپلىدى.

فَرِخَ يَفْرَخُ فَرَخًا إِلَى الْأَرْضِ: يەرگە چاپلاشتى.

فَرِخَ الرَّجُلُ: كىشى خاتىرجەم بولدى.

فَرْخٌ ج أَفْرَاخٌ وَ فُرُوخٌ: چۈجە، قۇش بالىسى.

فَرْخُ النَّبَاتِ: كۆچەت، نوتا.

فَرْخٌ ج فِرَاخٌ: مىكىيان.

فَرَدَ يَفْرُدُ فُرُوْدًا: يالغۇز بولدى، تەنھا بولدى.

فَرَدَ عَنِ الشَّيْءِ: يىراق بولدى، چەتنىدى، ئايرىلدى.

فَرَدَ بِالرَّأْيِ: يالغۇز قارار قىلدى.

فَرَدَ يَفْرِدُ فَرْدًا الشَّيْءَ: يايدى.

فَرَدَ الْمُلَاءَةَ عَلَى السَّرِيْرِ: كارىۋاتقا ئەدىيالنى سالدى.

فَرْدٌ ج أَفْرَادٌ وَ فُرَادَى: مىسلىسىز، تەڭدىشى يوق؛ تاق سان؛ شەخس؛ تەنھا، يېگانە، يالغۇز؛ تاپانچا.

أَفْرَادُ الْجَيْشِ: جەڭچىلەر، ئەسكەرلەر.

أَفْرَادُ الْمِهَنِ الْحُرَّةِ: ئەركىن كەسىپ ئىگىلىرى.

أَفْرَادُ النَّاسِ: ئايرىم ئادەملەر.

﴿رَبِّ لَا تَذَرْنِي فَرْدًا﴾ ‹قۇرئان›: پەرۋەردىگارىم! مېنى (بالىسىز، ۋارىسسىز) يالغۇز قويمىغىن.

«هَذَا الْعَالِمُ فَرْدٌ فِي حَقْلِهِ»: بۇ ئالىم ئۆز ساھەسىدە يېگانىدۇر.

فَرْدًا فَرْدًا: بىردىن-بىردىن، بىر-بىرلەپ، ئايرىم-ئايرىم.

صَافَحَهُمْ فَرْدًا فَرْدًا: ئۇلار بىلەن بىرمۇبىر كۆرۈشتى.

«تَتَكَوَّنُ أُسْرَتِي مِنْ خَمْسَةِ أَفْرَادٍ»: ئائىلەمدە بەش جان بار.

فَرْدَسَ يُفَرْدِسُ فَرْدَسَةً الْكَرْمَ: تالنى بىدەشكە ئالدى.

فَرْدَسَ قِرْنَهُ: رەقىبىنى يەرگە ئاتتى.

فَرْدَسَةٌ: كەڭلىك.

فِرْدَوْسٌ ج فَرَادِيْسُ: باغچە، جەننەت (فىردەۋس جەننىتى).

﴿كَانَتْ لَهُمْ جَنَّاتُ الْفِرْدَوْسِ نُزُلًا﴾ ‹قۇرئان›: ئۇلار ئۈچۈن مەنزىلگاھ فىردەۋس جەننەتلىرى بولىدۇ.

فَرْدِيٌّ: تەنھالىق، مۇستەقىل، ئايرىم، باشقىچە، تاق لىنىيىلىك.

الْإِقْتِصَادِيُّ الْفَرْدِيُّ: يەككە ئىگىلىك.

الْعَامِلُ الْفَرْدِيّ: يەككە ئەمگەك.

دَخْلٌ فَرْدِيٌّ: شەخسىي كىرىم.

عَدَدٌ فَرْدِيٌّ: تاق سان.

فَرْدِيَّةٌ: شەخسىيەتچىلىك، يەككە، ئۆزۈمچىللىك.

الْحُرِّيَّةُ الْفَرْدِيَّةُ: شەخسىي ئەركىنلىك.

فَرَّ يَفِرّ فَرًّا وَ فِرَارًا وَ مَفرًّا: قاچتى، قېچىپ كەتتى؛ غايىپ بولۇپ كەتتى، يوقۇلۇپ كەتتى.

فَرَّ إِلَيْهِ: ئۇنىڭغا ئىلتىجا قىلدى.

﴿فَفِرّوا إِلَى اللهِ﴾ ‹قرآن›: ئاللاھ تەرەپكە قېچىڭلار.

فَرٌّ: قاچماق.

فَرَّاءٌ ج فَرَّاؤُونَ: جۇۋىچى، جۇۋا ساتقۇچى.

فَرَّارٌ: سىماب.

فَرَّازٌ ج فَرَّازَاتٌ: ئايرىغۇچى، تاللىغۇچى.

فَرَّازَةٌ: ئايرىغۇچى ماشىنا.

فَرَّازَةُ الْحَلِيبِ: سۈت ئايرىغۇچى ماشىنا.

فَرَّامَةٌ ج فَرَّامَاتٌ: گۆش قىيما قىلىش ماشىنىسى.

فَرَّانٌ: ناۋاي، بولكىچى.

فَرَّجَ يُفَرِّجُ تَفْرِيجًا الشَّيْءَ: ياردى، ئايرىدى، بۆلدى، كېڭەيتتى.

فَرَّجَ الْهَمَّ: غەم-قايغۇنى يوقاتتى.

فَرَّجَ عَنْهُ: خاتىرجەم قىلدى، كۆڭلىنى تىنچىتتى.

«اللَّهُمَّ فَرِّجْ كَرْبَنَا»: ئى ئاللاھ، بېشىمىزغا كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋەتكىن.

فَرَّحَ يُفَرِّحُ تَفْرِيحًا غَيْرَهُ: خۇشال قىلىۋەتتى، شادلاندۇرۇۋەتتى.

فَرَّحَنِي نَجَاحُكَ: سېنىڭ نەتىجەڭ مېنى خۇرسەن قىلىۋەتتى.

فَرَّخَ يُفَرِّخُ تَفْرِيخًا النَّبَاتُ: ئۆسۈملۈك نوتا چىقاردى.

فَرَّخَتِ الطَّائِرُ: قۇش چۈجە چىقاردى.

فَرَّدَ يُفَرِّدُ تَفْرِيدًا: خىلۋەتتە ياشىدى، يەككە-يېگانە ياشىدى.

فَرَّدَ الرَّجُلُ: كىشى فىقھشۇناس بولدى.

فَرَّدَ بِرَأْيِهِ: ئۆز پىكرىدە چىڭ تۇرۇۋالدى.

فَرَّدَ الْأَشْيَاءَ: نەرسىلەرنى ئايرىدى.

«فَرَّدَ أَصْنَافَ الْبِضَاعَةِ الْمُخْتَلِفَةِ»: مالنىڭ تۈرلىرىنى ئايرىدى.

فَرَّشَ يُفَرِّشُ تَفْرِيشًا الْأَرْضَ: يەرگە تاش ياتقۇزدى.

فَرَّشَ الطَّائِرُ بِجَنَاحَيْهِ: قۇش قانات قاقتى.

فَرَّشَ الزَّرْعُ: زىرائەت پەلەز تارتتى.

فَرَّضَ يُفَرِّضُ تَفْرِيضًا الْخَشَبَةَ: ياغاچنى كەستى، چاپتى.

فَرَّضَ الْأَحْكَامَ: قانۇن تۈزدى، پەرمان چىقاردى.

فَرَّطَ يُفَرِّطُ تَفْرِيطًا الشَّيْءَ: نەرسىنى زايە قىلىۋەتتى، يوقىتىۋەتتى؛ بۇزۇپ چېچىۋەتتى، تاشلىۋەتتى؛ ئىسراپ قىلىۋەتتى.

فَرَّطَ فِي الشَّيْءِ: ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتتى.

﴿مَا فَرَّطْنَا فِي الْكِتَابِ مِنْ شَيْءٍ﴾ ‹قرآن›: لەۋھۇلمەھپۇزدا ھېچ نەرسىنى چۈشۈرۈپ قويمىدۇق.

فَرَّطَ فِي الْأَمْرِ: ئىشقا سەل قارىدى، بىپەرۋالىق قىلدى.

فَرَّعَ يُفَرِّعُ تَفْرِيعًا الْمَسَائِلَ مِنَ الْأَصْلِ: مەسىلە چىقاردى، مەسىلىلەرنى شاخلاتتى.

فَرَّعَ الرَّجُلُ الْجَبَلَ: تاغقا چىقتى.

فَرَّعَ مِنَ الْجَبَلِ: تاغدىن چۈشتى.

فَرَّغَ يُفَرِّغُ تَفْرِيغًا الْإِنَاءَ: قاچىنى بوشاتتى، قۇرۇقدىدى.

فَرَّغَ الشَّحْنَةَ: يۈكنى چۈشۈردى.

«فَرَّغَتِ الْمُؤَسَّسَةُ أَحَدَ مُوَظَّفِيهَا لِلْقِيَامِ بِهَذِهِ الدِّرَاسَةِ»: ئورگان خىزمەتچىلىرىنىڭ بىرىنى بۇ تەتقىقاتنى ئېلىپ بېرىشقا ئاجراتتى.

فَرَّقَ يُفَرِّقُ تَفْرِيقًا الشَّيْءَ: بۆلدى، پارچىلىدى، ئاجراتتى، ئايرىۋەتتى، چېچىۋەتتى.

فَرَّقَ بَيْنَهُمْ: ئۇلارنى پارچىلىۋەتتى، ئارىغا

بۆلگۈنچىلىك سالدى.

﴿لاَ نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِنْ رُسُلِهِ﴾ ‹قۇرئان›: ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز.

فَرَكَ يَفْرُكُ فَرْكًا: كۆپ ئۇۋۇلىدى.

فَرَمَ يَفْرِمُ فَرْمًا اللَّحْمَ: گۆشنى چانىدى، قىيما قىلدى.

فَرَّمَ أَسْنَانَهُ: چىشنى ئالماشتۇردى.

فَرُّوجٌ ج فَرَارِيجُ: چۆجە (توخونىڭ)؛ كىچىك بالا كىيىمى.

فَرُوقَةٌ: قورقۇنچاق، يۈرەكسىز.

فَرَى يَفْرِي فَرْيًا الشَّيْءَ: نەرسىنى، يارىدى، كەستى، ئۈزدى.

فَرَى الْجُبَّةَ: جۇۋا تىكتى.

فَرَزَ يَفْرِزُ فَرْزًا مِنْ غَيْرِهِ: ئايرىدى، تاللىدى، ئاجراتتى، ئىلغىدى، پەرقلەندۈردى.

«فَرَزَ الْفَاكِهَةَ الْفَاسِدَةَ فِي صُنْدُوقٍ مُنْفَصِلٍ»: بۇزۇلغان مېۋىلەرنى ئايرىم يەشىككە قاچىلىدى.

«فَرَزَتْ مَسَامُّ الْجِسْمِ الْعَرَقَ»: بەدەننىڭ تۆشۈكچىلىرى تەر ئاجرىتىپ چىقاردى.

فَرَزَ الأَرْضَ: زېمىننىڭ پاسىلىنى ئايرىدى.

فَرْزٌ: ئايرىماق، ئاجراتماق، تاللىماق، ئىلغىماق.

فَرَسَ يَفْرِسُ فَرْسًا الأَسَدُ فَرِيسَتَهُ: يولۋاس ئولجىسىنى تۇتۇۋېلىپ ئۆلتۈردى.

فَرَسَ الشَّيْءَ: بۆلۈۋەتتى، ئايرىۋەتتى.

فَرَسَ يَفْرِسُ فِرَاسَةً الأَمْرَ: ئىشنىڭ ماھىيىتىنى گۇمان بىلەن تاپتى.

فَرُسَ يَفْرُسُ فَرَاسَةً وَ فُرُوسَةً وَ فُرُوسِيَّةً الرَّجُلُ: كىشى چەۋەنداز بولدى، پاراسەتلىك بولدى.

فَرَسٌ ج أَفْرَاسٌ: ئات.

فَرَسٌ أَصِيلٌ: نەسىللىك ئات.

فَرَسُ الْبَحْرِ: سۇ ئېتى، بېگېموت.

فَرَسُ رِهَانٍ: مۇسابىقە ئېتى.

هُمَا كَفَرَسَيْ رِهَانٍ: ئۇ ئىككىسى ئىككى مۇسابىقە ئېتىغا ئوخشاش.

فُرْسٌ: ئىرانلىق.

بِلاَدُ الْفُرْسِ: ئىران.

فَرْسَخٌ ج فَرَاسِخُ: پەرسەخ (246.) كىلومېتىر مۇساپىگە تەڭ).

«تَبْعُدُ قَرْيَتُنَا عَنْ أَقْرَبِ مَدِينَةٍ خَمْسَةَ فَرَاسِخَ»: بىزنىڭ يېزىمىز ئەڭ يېقىن شەھەرگە بەش پەرسەخ كېلىدۇ.

فِرْسِنٌ ج فَرَاسِنُ: تۇۋاق.

«يَا نِسَاءَ الْمُسْلِمَاتِ لاَ تَحْقِرَنَّ جَارَةٌ لِجَارَتِهَا وَلَوْ فِرْسَنَ شَاةٍ» ‹حديث›: ئى مۇسۇلمان ئاياللار، قوشنىلىرىڭلارغا قويىنىڭ تۇۋىقى چاغلىق نەرسە بولسىمۇ، ئاز كۆرمەي سۇنۇڭلار.

فَرَشَ يَفْرُشُ فَرْشًا وَ فِرَاشًا الشَّيْءَ: نەرسىنى يايدى؛ يالغان ئېيتتى.

﴿وَالأَرْضَ فَرَشْنَاهَا فَنِعْمَ الْمَاهِدُونَ﴾ ‹قۇرئان›: زېمىننى يايدۇق، بىز نېمىدېگەن ياخشى يايغۇچىمىز؟

فَرَشَ الْمَنْزِلَ: ئۆينى رەتلىدى، زىننەتلىدى.

فَرَشَ الطَّرِيقَ بِالْحَصى: يولغا شېغىل ياتقۇزدى.

فَرَشَ الطَّائِرُ جَنَاحَيْهِ: قۇش قانات قاقتى.

فَرَشَ النَّبَاتُ: ئۆسۈملۈك پەلەز يايدى.

فَرْشٌ ج فُرُوشٌ: بىسات، يوتقان-كۆرپە.

فَرْشُ الْبُيُوتِ: ئۆي جاھازلىرى.

﴿وَمِنَ الأَنْعَامِ حَمُولَةً وَفَرْشًا كُلُوا مِمَّا رَزَقَكُمُ اللهُ﴾ ‹قۇرئان›: ئاللاھ چاھارپايلارنى (يەنى، تۆگە، كالا، قويلارنى) يۈك كۆتۈرىدىغانلارنى، بوغۇزلىنىدىغانلارنى ياراتتى. ئاللاھ سىلەرگە رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن يەڭلار.

فَرْشُ الطَّاوِلَةِ: داستىخان.

فَرْشُ التُّرْعَةِ: دەريا قىنى.
فَرْشُ الْقَنْطَرَةِ: كۆۋرۈك يۈزى.
«نَظِّفِ الْمَنْزِلَ جَيِّدًا قَبْلَ فَرْشِهِ»: ئۆي ـ بىساتلىرىنى سېلىشتىن بۇرۇن پاكىز تازىلىدى.
غَيَّرْنَا فَرْشَ مَنْزِلِنَا: ئۆيىمىزنىڭ سەرەمجانلىرىنى يەڭگۈشلىدۇق.
فُرْشَاةٌ: چوتكا.
فُرْشَاةُ حِلَاقَةٍ: ساتىراشنىڭ چوتكىسى.
فُرْشَةٌ: تۆشەك، كۆرپە.
فُرْشَةٌ ج فُرَشٌ: چوتكا.
فُرْشَةُ الثِّيَابِ: كىيىم چوتكىسى.
فُرْشَةُ الْأَسْنَانِ: چىش چوتكىسى.
فُرْشَةٌ لِلتَّلْوِينِ: موي قەلەم.
فُرْشَةُ الْأَظَافِيرِ: تىرناق چوتكىسى.
فُرْشَةٌ ج فُرُشَاتٌ: يوتقان، تاق، كۆدە ـ كۆرپە.
فَرَصَ يَفْرِصُ فَرْصًا الشَّيْءَ: يـاردى، پارچىلىدى، ئايرىدى.
فِرْصَادٌ: قىزىل بوياق.
فُرْصَةٌ ج فُرَصٌ: پۇرسەت، پەيت، نۆۋەت، ۋاقىت، مەزگىل.
فُرْصَةٌ سَانِحَةٌ: ياخشى پۇرسەت، پايدىلىق پۇرسەت.
«يُحَقِّقُ الْقَانُونُ مَبْدَأَ تَكَافُؤِ الْفُرَصِ»: قانۇن پۇرسەتنىڭ ھەممە ئادەمگە باراۋەر بولۇشىنى ئىشقا ئاشۇرىدۇ.
«فَضَى الْفُرْصَةَ الصَّيْفِيَّةَ فِي بَلَدٍ مُجَاوِرٍ»: يازلىق ۋاقىتنى قوشنا ئەلدە ئۆتكۈزدى.
هَذِهِ فُرْصَةٌ لِتَحْقِيقِ أَهْدَافِنَا: بۇ مەقسىتىمىزنى ئىشقا ئاشۇرۇشنىڭ ياخشى پەيتى.
حَانَتْ فُرْصَتُكَ: سېنىڭ نۆۋىتىڭ كەلدى.
فَرَضَ يَفْرِضُ فَرْضًا الشَّيْءَ: پەرز قىلدى، تەخمىنلىدى؛ تەسەۋۋۇر قىلدى، كەستى، ئۆزدى.
فَرَضَ فَرْضًا عِلْمِيًّا: خۇلاسە چىقاردى، پەكۇنلىدى.
فَرَضَ لِفُلَانٍ كَذَا: پالانىغا ئۇنى ۋەزىپە قىلدى، يۈكلىدى، بەلگىلىدى.
فَرَضَ الْأَحْكَامَ: قانۇن تۈزدى، پەرمان چىقاردى.
«فَرَضَ اللهُ عَلَيْنَا الصَّلَاةَ»: ئاللاھ بىزگە نامازنى پەرز قىلدى.
﴿مَا كَانَ عَلَى النَّبِيِّ مِنْ حَرَجٍ فِيمَا فَرَضَ اللهُ لَهُ﴾ ‹قرآن›: ئاللاھ پەيغەمبەرگە ھالال قىلغان ئىشقا ھېچقانداق گۇناھ بولمايدۇ.
فَرَضَ يَفْرُضُ فَرَاضَةً الْمُتَفَقِّهُ: پەرائىز ئىلمىغا ئالىم بولدى.
فَرَضَ يَفْرُضُ فُرُوضًا وَ فَرَاضَةً الْبَقَرَةُ: كالا قېرىپ كەتتى.
فَرْضٌ ج فُرُوضٌ: پەرەز، تەخمىن، مۆلچەر؛ مەجبۇرىيەت، ۋەزىپە، پەرز؛ كېسىلگەن يەر، ھەربىينىڭ مائاشى.
فَرْضٌ عِلْمِيٌّ: ئىلمىي تەسەۋۋۇر.
فَرْضُ عَيْنٍ: ھەربىر مۇسۇلمان ئۆزى قىلىشقا تېگىشلىك پەرز.
فَرْضُ كِفَايَةٍ: مۇسۇلمانلار ئادا قىلىشقا تېگىشلىك پەرز بولۇپ، ئۇنى بەزىلەر ئادا قىلسا، بەزىلەردىن ساقىت بولىدىغان پەرز.
«الصَّلَاةُ فَرْضٌ عَلَى كُلِّ مُسْلِمٍ وَمُسْلِمَةٍ»: ناماز ھەربىر ئەر ـ ئايال مۇسۇلمانغا پەرزدۇر.
بِالْفَرْضِ: ئەگەر، ئەگەردە.
فَرْضٌ مَدْرَسِيٌّ: تاپشۇرۇق.
يَكْتُبُ فُرُوضَهُ بِعِنَايَةٍ: تاپشۇرۇقلىرىنى ئەستايىدىل ئىشلىدى.
فُرْضَةٌ ج فُرَضٌ وَ فِرَاضٌ: كېسىك، كېسىلگەن يەر، يوچۇق؛ كەمچىلىك، ئەيىب، پەرز، ۋاجىپ، ۋەزىپە، مەجبۇرىيەت.

فُرْضَةٌ بَحْرِيَّةٌ: دېڭىز پورتى؛ كېچىك.

فُرْضَةٌ دِينِيَّةٌ: دىنىي قائىدە.

فَرَضِيٌّ: مۆلچەر، تەخمىن، پەرەز، تەسەۋۋۇر، قىياس.

فَرْضِيَّةٌ ج فَرْضِيَّاتٌ: پەرەز، خىيال، تەسەۋۋۇر، تەخمىن.

«هَذَا يُثْبِتُ خَطَأَ فَرْضِيَّتِكَ»: بۇ سېنىڭ مۆلچەرىڭنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ.

فَرَطَ يَفْرُطُ فُرُوطًا: ئالدىغا ئۆتۈپ كەتتى، ئىلگىرىلەپ كەتتى.

﴿قَالاَ رَبَّنَا إِنَّنَا نَخَافُ أَنْ يَفْرُطَ عَلَيْنَا أَوْ أَنْ يَطْغَى﴾ ‹قۇرئان›: ئۇلار: «پەرۋەردىگارىمىز، بىز ھەقىقەتەن ئۇنىڭ بىزنى ئالدىراپ جازالىشىدىن ياكى تېخىمۇ ھەددىدىن ئېشىشىدىن قورقىمىز»، دېيىشتى.

فَرَطَ يَفْرُطُ فَرْطًا الرَّجُلُ فِي الْأَمْرِ: بىر ئىشتا چولتىلىق قىلدى، كەتكۈزۈپ قويدى.

فَرَطَ مِنْهُ شَيْءٌ: يوقالدى، قولدىن كەتتى.

فَرَطَ عَلَيْهِ فِي الْقَوْلِ: سۆزدە ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتتى.

فَرَطَ عَلَى فُلَانٍ: پالانىغا ئازار بەردى، ئەرزىيەت يەتكۈزدى.

فَرَطَ الرَّجُلُ وَلَدًا: كىشىنىڭ كىچىك بالىسى ئۆلۈپ كەتتى.

فَرَطَ مِنْهُ الْكَلَامُ. فَرَطَ مِنْهُ الْقَوْلُ: دەپ تاشلىدى، ئېغىزىدىن چىقىپ كەتتى.

فَرْطٌ ج أَفْرُطٌ وَ أَفْرَاطٌ: ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتمەك؛ زامان، ۋاقىت، جەددىي، كەسكىن،

لِفَرْطِ دَهْشَتِهِ: ئۇ ئىنتايىن ھەيران قالغانلىقتىن.

فَرْطُ الْإِحْسَاسِ: ئارتۇقچە سېزىم.

بَكَى مِنْ فَرْطِ حَسَاسِيَّتِهِ: ھېسسىياتچانلىقىدىن يىغلاپ تاشلىدى.

صَرَخَ مِنْ فَرْطِ إِنْفِعَالِهِ: قاتتىق ھاياجانلىنىپ كەتكەنلىكىدىن تووۋلاپ تاشلىدى.

فُرُطٌ: ئۇنتۇلغان ئىش، تاشلىنىپ قالغان ئىش.

﴿وَاتَّبَعَ هَوَاهُ وَكَانَ أَمْرُهُ فُرُطًا﴾ ‹قۇرئان›: ئۇ نەپسى-خاھىشىغا ئەگەشكەن، ئىشى ھەددىدىن ئاشقان.

فُرْطَاسٌ: پاناق بۇرۇن.

فُرْطَةٌ: ئالدىدا ماڭماق، ئىلگىرىلەپ كەتمەك.

هُوَ ذُو فُرْطَةٍ فِي الْبِلَادِ: ئۇ بىردىنبىر ساياھەتچى.

فَرْطَحَ يُفَرْطِحُ فَرْطَحَةً الشَّيْءَ: ياپىدى، كېڭەيتتى، تۈزلىدى.

فُرْطُوَنَةٌ: بوران، قارا بوران، بوران-چاپقۇنلۇق يامغۇر.

فَرَعَ يَفْرَعُ فَرَاعَةً الشَّيْءُ: ئۆزۈرىدى.

فَرَعَ قَوَامُهَا: بويى ئۆستى.

فَرَعَ شَعْرُهَا: چېچى ئۆستى.

فَرَعَ يَفْرَعُ فَرْعًا وَ فُرُوعًا الْوَادِي: ئويمانلىققا چۈشتى.

فَرَعَ الْجَبَلَ: تاغقا چىقتى.

فَرَعَ بَيْنَ الْمُتَخَاصِمَيْنِ: مۇرەسسە قىلدى.

فَرَعَ الْفَرَسَ بِاللِّجَامِ: ئاتنى تىزگىنلىدى.

فَرْعٌ ج فُرُوعٌ: شاخ، تارماق، بۆلۈمچە، قىسىم.

فَرْعُ الْقَوْمِ: ئاقسۆڭەك، ئېسىلزادە، قوۋمنىڭ كاتتىسى.

فَرْعُ الشَّرِكَةِ: تارماق شىركەت.

فُرُوعُ الشَّجَرَةِ: دەرەخ شاخلىرى.

﴿أَلَمْ تَرَ كَيْفَ ضَرَبَ اللَّهُ مَثَلًا كَلِمَةً طَيِّبَةً كَشَجَرَةٍ طَيِّبَةٍ أَصْلُهَا ثَابِتٌ فِي الْأَرْضِ وَ فَرْعُهَا فِي السَّمَاءِ﴾ ‹قۇرئان›: ئاللاھنىڭ مۇنداق بىر تەمسىل كۆرسەتكەنلىكىنى كۆرمىدىڭمۇ؟ كەلىمە تەييىبە (يەنى، ياخشى سۆز، ئىمان كەلىمىسى) يىلتىزى يەرنىڭ ئاستىدا بولغان، شېخى ئاسمانغا تاقاشقان.

فُرُوعُ الرَّجُلِ: كىشىنىڭ ئەۋلادلىرى.

فُرُوعُ الْمَسْئَلَةِ: مەسىلىنىڭ تارماقلىرى.

أُصُولٌ وَ فُرُوعٌ: ئاساس ۋە تارماق.

فَرْعٌ ج فِرَاعٌ: تارماق ئېرىق.

فَرْعَنَ يُفَرْعِنُ فَرْعَنَةً الرَّجُلُ: تەكەببۇرلۇق قىلدى، مەغرۇرلاندى؛ زىرەك بولدى.

فَرْعَنَةٌ: تەكەببۇرلۇق، مەغرۇرلۇق.

فَرْعِيٌّ م فَرْعِيَّةٌ: شاخچە، شاخچىغا مەنسۇپ، قىسمەن، جۇزئىي، بۆلەك.

طَرِيقٌ فَرْعِيٌّ: تارماق يول.

الْمَكْتَبُ الْفَرْعِيّ لِوِزَارَةِ السِّكَكِ الْحَدِيدِيَّةِ: تۆمۈر يول مىنىستىرلىقىنىڭ تارماق ئىدارىسى.

مَحَطَّةٌ فَرْعِيَّةٌ: كىچىك بېكەت.

لَجْنَةٌ فَرْعِيَّةٌ: شۆبە ئۇيۇشما، شۆبە جەمئىيەت.

دَفْعٌ فَرْعِيٌّ (في القانون): ئاقلىماق.

دَعْوَى فَرْعِيَّةٌ: قارشى ئەرز.

فَرَغَ يَفْرُغُ فُرُوغًا الرَّجُلُ: ئۆلدى، ۋاپات بولدى.

فَرَغَ فُلَانٌ مِنَ الشَّيْءِ: تۈگەتتى، تاماملىدى.

فَرَغَ دَمُهُ: ئۇنىڭ خۇنى بىكارغا كەتتى.

فَرَغَ الْإِنَاءُ: قاچا بوشىدى، قۇرۇقدالدى.

فَرَغَ الصَّبْرُ: سەۋر-تاقىتى تۈگىدى.

فَرَغَ الشَّخْصُ إِلَيْهِ: داۋاملىق يۈزلەندى، داۋاملىق قارىدى.

فَرَغَ لِلْبَحْثِ وَ الدِّرَاسَةِ: تەتقىقاتقا بېرىلدى.

فَرَغَ يَفْرَغُ فَرَغًا عَلَيْهِ الْمَاءَ: ئۇنىڭ ئۈستىگە سۇ قۇيدى.

فَرَغَ يَفْرُغُ / يَفْرِغُ فُرُوغًا وَ فَرَاغًا مِنَ الْعَمَلِ: ئىشتىن بوشىدى، ئىشنى تۈگەتتى.

﴿فَإِذَا فَرَغْتَ فَانْصَبْ﴾ «قرآن»: (ئى مۇھەممەد[1] دەۋەتتىن) بوشىغان چېغىڭدا ئىبادەت قىلىشقا تىرىشقىن.

فَرْغٌ: بوش، قۇرۇق، بىكار.

فَرْفَخٌ: تاقىر يەر، غىلتاڭ يەر.

فَرْفَرَ يُفَرْفِرُ فَرْفَرَةً الْبَعِيرُ: تۆگە قوزغالدى، تەۋرەندى.

فَرْفَرَ الطَّائِرُ: قۇش قانات قاقتى.

فُرْفُرٌ: قۇشقاچ؛ قوزا؛ موزاي.

فَرْفَصَ يُفَرْفِصُ فَرْفَصَةً: قانات قاقتى، پەرۋاز قىلدى.

فَرْفَكَ يُفَرْفِكُ فَرْفَكَةً: غاجىدى، جاراھەتلەندۈردى، سۈركىدى، سۈركەپ يېغىر قىلىۋەتتى.

فُرْفُورٌ ج فَرَافِيرُ: قوزا؛ ياۋا كالا موزىيى؛ ئەخمەق.

فُرْفُورٌ مِنَ الْغِلْمَانِ: يەڭگىل، تېتىك.

فَرَقَ يَفْرُقُ / يَفْرِقُ فَرْقًا وَ فُرْقَانًا بَيْنَ الشَّيْئَيْنِ: ئىككى نەرسىنىڭ ئوتتۇرىنى پەرق ئەتتى، ئايرىدى، ئاجراتتى، بۆلدى.

فَرَقَ الْبَحْرَ: دولقۇن ياردى.

﴿فَافْرُقْ بَيْنَنَا وَبَيْنَ الْقَوْمِ الْفَاسِقِينَ﴾ «قرآن»: سەن بىز بىلەن (ئىتائەتتىن باش تارتقان) قەۋمنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋەتكىن.

فَرَقَ الْكِتَابَ: چۈشەندۈردى، بايان قىلدى.

فَرَقَ الشَّخْصَ: كىشىنى چۆچۈتۈۋەتتى.

فَرِقَ يَفْرَقُ فَرَقًا مِنْهُ: ۋەھىمىگە چۈشتى، تەشۋىشلەندى، ئالاقزادە بولدى.

لَهُ شَكْلٌ يَفْرَقُ مِنْهُ النَّاظِرُونَ: ئۇنىڭ شەكلىدىن قارىغۇچىلار قورقۇپ كېتىدۇ.

فَرَقَ يَفْرُقُ / يَفْرِقُ فَرْقًا الشَّعْرَ: چاچ تارىدى.

فَرَقَ الطَّائِرُ: قۇش ماياقلىدى.

فَرْقٌ ج فُرُوقٌ: پەرق، ئايرىملىق؛ بۆلمەك.

لَا فَرْقَ بَيْنَ هَذَا وَ ذَاكَ: ئۇنىڭ بىلەن بۇنىڭ ئارىسىدا پەرق يوق.

فُرُوقُ الْأَسْعَارِ: باھا پەرقلىرى.

فِرْقٌ: بىر بۆلۈك، بىر قىسىم، بىر توپ.

﴿فَكَانَ كُلُّ فِرْقٍ كَالطَّوْدِ الْعَظِيمِ﴾ «قرآن»: (ھەربىر

يىرىلغان) قىسمى چوڭ تاغدەك بولۇپ قالدى.

فَرَقٌ: قورقاق، چۆچۈمەك، ھودۇقۇپ كەتمەك.

فَرِقٌ ج فَرِقُونَ وَ فَرِقَةٌ وَ فَرُقَةٌ: قورقۇنچلۇق، دەھشەتلىك، ۋەھىمىلىك، تەشۋىشلىك.

فَرَّ مِنَ الْمَعْرَكَةِ فَرَقًا: جەڭدىن قورقۇپ قېچىپ كەتتى.

فُرْقَانٌ: دەلىل، ئىسپات؛ (ھەق ـ ناھەقنى) ئايرىماق.

الْفُرْقَانُ: قۇرئان كەرىم.

﴿هُدًى لِلنَّاسِ وَ بَيِّنَاتٍ مِنَ الْهُدَى وَ الْفُرْقَانِ﴾ «قرآن»: قۇرئان ئىنسانلارغا يېتەكچىدۇر، ھىدايەت قىلغۇچى ۋە ھەق بىلەن ناھەقنى ئايرىغۇچى روشەن ئايەتلەردۇر.

فِرْقَةٌ ج فِرَقٌ: بىر بۆلۈك، بىر تۈركۈم، بىر گۇرۇھ، پىرقە، ئەترەت.

فِرْقَةٌ عَسْكَرِيَّةٌ: پولك، دىۋىزىيە.

فِرْقَةٌ تَمْثِيلِيَّةٌ: سىرك ئۆمىكى.

﴿فَلَوْلَا نَفَرَ مِنْ كُلِّ فِرْقَةٍ مِنْهُمْ طَائِفَةٌ لِيَتَفَقَّهُوا فِي الدِّينِ﴾ «قرآن»: ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ھەربىر جامائەدىن يەنە بىر تۈركۈمى دىنىي ئالىم بولۇپ ... نېمىشقا (ئىلىم تەلەپ قىلىشقا) چىقمىدى.

«قَرَأْتُ كِتَابًا عَنِ الْفِرَقِ الدِّينِيَّةِ فِي الْإِسْلَامِ»: ئىسلامدىكى دىنىي پىرقىلەر توغرىسىدىكى بىر كىتابنى ئوقۇدۇم.

«دَفَعَ الْقَائِدُ بِفِرْقَةٍ مُدَرَّعَةٍ إِلَى الْمَعْرَكَةِ»: قوماندان برونېۋىك قىسمىنى ئۇرۇش مەيدانىغا ئەۋەتتى.

«كُنْتُ مَعَهُ فِي الْمَدْرَسَةِ فِي فِرْقَةٍ وَاحِدَةٍ»: ئۇنىڭ بىلەن مەكتەپتە بىر گۇرۇپپىدا ئىدىم.

فِرْقَةٌ إِسْتِعْرَاضِيَّةٌ: كۆزدىن كەچۈرۈش ئۆمىكى.

فِرْقَةُ الْفُرْسَانِ: چەۋەندازلار، ئاتلىق قىسىم.

فِرْقَةٌ مُوسِيْقِيَّةٌ: ئوركېستىر، مۇزىكىچىلار، سازەندىلەر.

فُرْقَةٌ فِرَاقٌ: ئايرىلماق، ئاجرالماق، پىراق، ھىجران.

«أَلَا لِلْمَرْءِ أَدْهَى مَا يُلَاقِي مِنَ الْحَدَثَانِ حَادِثَةُ الْفِرَاقِ»: دۇنيادا ھىجران ئازابىدىنمۇ قاتتىق ئازاب يوقكەن.

فَرْقَدٌ ج فَرَاقِدُ: شىمالىي قۇتۇپ يۇلتۇزى؛ ياۋا كالا موزىيى.

الْفَرْقَدَانِ: شىمالىي قۇتۇپتىكى ئىككى يۇلتۇز.

فَرْقَعَ يُفَرْقِعُ فَرْقَعَةً: ئىتتىك يۇگۇردى، چاپتى، قاراسلىدى، يېرىلدى.

«سَقَطَتِ الْكُرَةُ تَحْتَ عَجَلَاتِ الْقِطَارِ فَفَرْقَعَتْ»: توپ پويىز چاقىنىڭ ئاستىدا قېلىپ، پاڭگىدە ئېتىلىپ كەتتى.

فَرْقَعَ الطِّفْلُ الْبَالُونَ: بالا شارنى ئېتىلدۇرۇۋەتتى.

فَرْقَعَ أَصَابِعَهُ: بارماقلىرىنى قاراسلاتتى.

فَرْقَعَةٌ: پارتلىغان ئاۋاز، بىرنەرسىگە ئۇرۇلغان ئاۋاز.

فَرْقَعَةُ الْقَنَابِلِ: بومبا ئاۋازى.

فَرَكَ يَفْرُكُ فَرْكًا الثَّوْبَ: رەختنى ئۇۋۇلىدى.

فَرِكَ يَفْرَكُ فِرْكًا وَ فُرُوكًا وَ فِرْكَانًا: ئۆچ كۆردى، يامان كۆردى، نەپرەتلەندى.

«لَا يَفْرَكْ مُؤْمِنٌ مُؤْمِنَةً إِنْ كَرِهَ مِنْهَا خُلُقًا رَضِيَ مِنْهَا آخَرَ» «حديث»: بىر مۆمىن ئادەم يەنە بىر مۆمىن ئايالنى يامان كۆرمىسۇن، ئۇنىڭ ئۇ كىشى ياقتۇرمايدىغان ئەخلاقىدىن بىرسى تېپىلسا، ياقتۇرىدىغان ئەخلاقىدىنمۇ بىرسى تېپىلىدۇ.

فَرَمَ يَفْرِمُ فَرْمًا اللَّحْمَ: گۆشنى چانىدى، قىيما قىلدى.

فَرْمَةٌ ج فَرَمَاتٌ: كىچىك پارچە؛ تىما.

فَرْمَلَ يُفَرْمِلُ فَرْمَلَةً السَّائِقُ: شوپۇر ماشىنىنى تورمۇزلىدى.

فَرْمَلَةٌ ج فَرَامِلُ: تورمۇز.

فَرَامِلُ أُوتُمَاتِيكِيَّةٌ: ئاپتوماتىك تورمۇز.

فُرْنٌ ج أَفْرَانٌ: تونۇر؛ ئوچاق، پىلتە، ناۋايخانا.

أَفْرَانُ الصِّهْرِ: پېچ.

فُرْنٌ كَهْرَبَائِيٌّ: توك ئوچاق.

فُرْنُ الْقُمَامَةِ: ئەخلەت كۆيدۈرىدىغان پېچ.

فِرِنْدٌ ج فَرَانِدُ: شەمشەر، زۇلپىقار؛ ئانارنىڭ دېنى؛ قىزىلگۈل.

فِرِنْدُ اللُّؤْلُؤِ: سەدەپ.

فَرَنْسَائِيٌّ: فرانسىيىلىك.

فَرَنْسَوِيٌّ: فرانسىيىلىك.

فَرَنْسِيٌّ: فرانسىيىلىك.

الْفَرَنْسِيَّةُ: فرانسۇز تىلى.

فَرُهَ يَفْرُهُ فَرَاهَةً وَ فُرُوهَةً وَ فَرَاهِيَةً: ماھىر بولدى، پۇختا بولدى؛ چاققان بولدى، تېتىك بولدى؛ گۈزەل بولدى، كۆركەم بولدى.

فَرِهَ يَفْرَهُ فَرَهًا الرَّجُلُ: كىشى خۇشال بولدى، شادلاندى.

فَرْهَدَ يُفَرْهِدُ فَرْهَدَةً الْغُلَامَ: بالىنى سەمرىتتى.

فَرْهَدَ الْفَتَى: يىگىت چىرايلىق بولدى.

فَرْهَدَتْ نَفْسُهُ: ئىچى سىقىلدى.

فُرْهُودٌ ج فَرَاهِيدُ: گۈزەل، چىرايلىق، كۆركەم.

فَرْوٌ ج فِرَاءٌ: موينلۇق تېرە؛ جۇۋا.

فَرْوَةٌ ج فِرَاءٌ: چومبەل؛ تاج، تۆگە يۇڭىدىن قىلىنغان كىيىم؛ بايلىق.

فَرْوَةُ الثَّعْلَبِ: تۈلكە تېرىسى.

فَرْوَةُ الدُّبِّ: ئېيىق تېرىسى.

فَرْوَةُ الذِّئْبِ: بۆرە تېرىسى.

فُرُوسَةٌ: چەۋەندازلىق؛ چەۋەندازلىق روھ.

عَصْرُ الْفُرُوسَةِ: چەۋەندازلىق دەۋرى.

أَلْعَابُ الْفُرُوسَةِ: ئات ئويۇنى.

فُرُوسِيَّةٌ: ئات مىنىشكە ماھىر بولماق، چەۋەندازلىق.

«عَلِّمُوا أَوْلَادَكُمُ السِّبَاحَةَ وَالْفُرُوسِيَّةَ» حديث: باللىرىڭلارغا سۇ ئۈزۈشنى ۋە چەۋەندازلىقنى ئۆگىتىڭلار.

فُرُوشَاتٌ: ئۆي جاھازلىرى.

فُرُوطٌ: ئېغىزى ئىتتىكلىك قىلماق.

فُرُوغٌ: بوشىماق؛ تۈگەتمەك.

فُرُوغُ الْبَالِ: خاتىرجەملىك.

فُرُوغُ الصَّبْرِ: سەۋرسىزلىك.

«عَادَ إِلَى بَيْتِهِ بَعْدَ فُرُوغِهِ مِنْ عَمَلِهِ»: ئىشتىن بوشىغاندىن كېيىن ئۆيىگە قايتتى.

فَرُوقٌ: قورقۇنچلۇق، دەھشەتلىك، ۋەھىملىك، تەشۋىشلىك.

فَرُوقَةٌ: قورقۇنچاق، يۈرەكسىز.

فَرَى يَفْرِي فَرْيًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ياردى، پارچىلىدى، ئايرىدى.

فَرَى الثِّيَابَ: كىيىمنى ئۆلچەپ تىكتى.

فَرَى الْكِذْبَ: بوھتان چاپلىدى، قارا چاپلىدى.

فَرَى بَطْنَ الشَّاةِ: قوينىڭ قورسىقىنى ياردى.

فَرَى الْقَوْلَ: سۆزنى ئويدۇردى.

فِرْيَةٌ ج فِرًى: يالغان، ساختا؛ بوھتان، ئويدۇرما.

«هَذِهِ فِرْيَةٌ إِخْتَلَقَهَا خَصْمِي»: بۇ مېنىڭ دۈشمىنىم ئويدۇرۇپ چىقارغان يالغان.

فَرِيدٌ ج فَرَائِدُ: يالغۇز، يېگانە؛ مىسلىسىز، تەڭداشسىز.

«أَرَاكَ فَرِيدًا فِي الْمَعَالِي وَلَمْ يَكُنْ نَظِيرُكَ فِي حِفْظِ الْمَسَائِلِ فِي الْعَصْرِ»: مېنىڭچە سەن پەزىلەتتە يېگانىسەن، پىقھى مەسىلىلەرگە پۇختىلىقتا دەۋرىمىزدە سېنىڭدەكتىن يەنە بىرسى تېپىلمايدۇ.

فَرِيدُ الْعَصْرِ: زامانىنىڭ يېگانىسى.

فَرِيدُ نَوْعِهِ: ئالاھىدە.

«كَانَ فَرِيدًا بَيْنَ أُدَبَاءِ عَصْرِهِ»: زاماندашلىرى ئىچىدە يېگانە ئىدى.

فَرِيدَةٌ ج فَرَائِدُ: ئېسىل مەرۋايىت.

فُرْصَةٌ فَرِيدَةٌ فِي الْحَيَاةِ: تۇرمۇشتا كەم ئۇچرايدىغان پۇرسەت.

«فِي هَذَا الْمُتْحَفِ فَرَائِدُ قَيِّمَةٌ»: بۇ مۇزېيدا قىممەتلىك گۆھەرلەر بار.

فَرِيسَةٌ ج فَرَائِسُ: ئۇۋلانغان ھايۋان، ئولجا.

«وَقَعَ فَرِيسَةً سَهْلَةً فِي أَيْدِي أَعْدَائِهِ»: ئۇ دۈشمەنلىرىنىڭ قولىغا ئاسانلا چۈشۈپ قالغان ئولجىغا ئايلاندى.

فَرِيصَةٌ ج فَرَائِصُ وَ فَرِيصٌ: كۆكرەك مۇسكۇلى.

«إِرْتَعَدَتْ فَرَائِصُهُمْ مِنَ الْخَوْفِ»: قورقۇنچتىن ئۇلارنىڭ مۇسكۇللىرى تىترەپ كەتتى، بەك قورقۇپ كەتتى.

فَرِيضَةٌ ج فَرَائِضُ: ۋەزىپە، مەجبۇرىيەت، پەرز، ۋاجىپ.

«فَرِيضَةُ الصَّلَاةِ رُكْنٌ مِنْ أَرْكَانِ الْإِسْلَامِ»: پەرز ناماز ئىسلام دىنىنىڭ بىر رۇكنىدۇر.

﴿وَلاَ جُنَاحَ عَلَيْكُمْ فِيمَا تَرَاضَيْتُمْ بِهِ مِنْ بَعْدِ الْفَرِيضَةِ﴾ «قرآن»: مەھرى بېكىتىلگەندىن كېيىن، ئۆزئارا پۈتۈشكەن نەرسىگلار توغرىسىدا (يەنى، ئايالنىڭ رازىلىقى بىلەن ساقىت قىلىنغان مەھرى ئۈچۈن) سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.

فَرَضَ لِزَوْجَتِهِ فَرِيضَةً: ئايالىغا مۇئەييەن ھەسسە بەلگىلىدى.

أَصْحَابُ الْفَرَائِضِ: شەرئەت ئۈلۈشلىرىنى بېكىتكەن مىراسخورلار.

عِلْمُ الْفَرَائِضِ: مىراس تەقسىماتى توغرىسىدىكى ئىلىم، پەرائىز ئىلمى.

فَرِيضَةٌ ج فُرُوضٌ: ھەربىي مائاش، ھەربىي تەمىنات.

فَرِيقٌ ج أَفْرِقَةٌ وَ فُرَقَاءُ: جامائە، گۇرۇھ، توپ، گۇرۇپپا، كوللېكتىپ، شۆبە، باشقارما، كاماندا، ئېقىم، تەرەپ.

﴿وَقَدْ كَانَ فَرِيقٌ مِنْهُمْ يَسْمَعُونَ كَلَامَ اللهِ﴾ «قرآن»: ئۇلاردىن بىر گۇرۇھ ئادەم ئاللاھنىڭ كالامىنى ئاڭلاپ ...

«شَكَّلَتِ الْوِزَارَةُ فَرِيقَ عَمَلٍ لِبَحْثِ الْمَوْضُوعِ»: مىنىستىرلىق ماۋزۇنى تەتقىق قىلىشقا خىزمەت گۇرۇپپىسى تەشكىللىدى.

فَرِيقٌ أَوَّلُ: گېنېرال، گېنېرال پولكوۋنىك، ئادمىرال.

فَرِيقٌ بَحْرِيٌّ: دېڭىز ئارمىيە گېنېرال مايورى.

فَرِيكٌ: ئۇۋۇلانغان، سۈركەلگەن، ئىشقىلانغان.

فَرِيٌّ ج أَفْرِيَاءُ: قىزىق، ئاجايىپ، ئويدۇرما، غەلىتە.

أَمْرٌ فَرِيٌّ: غەلىتە ئىش.

﴿قَالُوا يَا مَرْيَمُ لَقَدْ جِئْتِ شَيْئًا فَرِيًّا﴾ «قرآن»: ئۇلار ئېيتتى: «ئى مەريەم! سەن ھەقىقەتەن غەلىتە ئىش قىلدىڭ».

«أَتَى بِشَيْءٍ فَرِيٍّ»: بىرنەرسىنى ئويدۇرۇپ چىقاردى.

فُلَانٌ يَفْرِي الْفَرِيَّ: پالانى غەلىتە قىلىق قىلىدۇ.

فَزَارَةٌ: چىشى يولۋاس.

فَزَرَ يَفْزِرُ فَزْرًا: ياردى، پارچىلىدى.

فَزَرَ الثَّوْبَ: رەختنى يىرتتى.

فَزَرَ يَفْزُرُ فُزُورًا الشَّيْءُ: يېرىلدى، پارچىلاندى.

فَزَّ يَفِزُّ فَزًّا وَ فَزِيزًا الْجُرْحُ: يارا ئېغىز ئالدى.

فَزَّ يَفِزُّ فَزَازَةً وَ فُزُوزَةً: پاراكەندە بولدى، ھودۇقۇپ كەتتى، چۆچۈپ كەتتى.

«فَزَّ النَّاسُ عِنْدَمَا سَمِعُوا صَوْتَ الْإِنْفِجَارِ»: كىشىلەر پارتلاش ئاۋازىنى ئاڭلاپ چۆچۈپ كەتتى.

فَزَّ يَفِزُّ فَزًّا الظَّبْيُ: كېيىك ئۈركۈپ كەتتى، قورقۇپ كەتتى.

فَزَّ غَيْرَهُ: ئۈركۈتۈۋەتتى، قورقۇتۇۋەتتى.

فَزَّ عَنِ الْأَمْرِ: ئىشتىن يىراقلاپ كەتتى، ئايىنىپ كەتتى، بۇرۇلۇپ كەتتى.

فَزَّاعَةٌ: قورقۇنچلۇق نەرسە؛ ئادەمنى قورقۇتقۇچى نەرسە؛ قارانچۇق.

فَزَّةٌ: سەكرىمەك، ھولۇقۇپ كەتمەك.

فَزَّرَ يُفَزِّرُ تَفْزِيرًا الشَّيْءَ: نەرسىنى يارادى، پارچىلىدى.

فَزَّعَ يُفَزِّعُ تَفْزِيعًا غَيْرَهُ: قورقۇتۇۋەتتى، ئالاقزادە قىلىۋەتتى، ئۈركۈتۈۋەتتى.

فَزَّعَ عَنْ فُلَانٍ: پالانىنى خەۋپتىن قۇتقۇزدى.

فَزَّعَ الْإِنْفِجَارُ السُّكَّانَ: پارتلاش ئاھالىنى قورقۇتۇۋەتتى.

﴿حَتَّى إِذَا فُزِّعَ عَنْ قُلُوبِهِمْ﴾ «قرآن»: شاپائەت قىلغۇچىلارنىڭ دىللىرىدىن قورقۇنچ كۆتۈرۈلگەندە...

فَزِعَ يَفْزَعُ فَزَعًا الرَّجُلُ: قورقتى، ئالاقزادە بولدى.

فَزِعَ إِلَيْهِ: ئۇنىڭغا ئىلتىجا قىلدى، يالۋۇردى.

﴿فَفَزِعَ مِنْهُمْ قَالُوا لَا تَخَفْ﴾ «قرآن»: داۋۇد ئۇلاردىن قورقتى، ئۇلار (داۋۇدقا): «قورقمىغىن»، ... دېدى.

«فَزِعْتُ إِلَيْكَ لِمُسَاعَدَتِي»: ماڭا ياردەم قىلىشىڭنى ئىلتىجا قىلىمەن.

فَزَعَ يَفْزَعُ فَزَعًا غَيْرَهُ: ئۇنىڭغا ياردەم بەردى.

فَزَعَ مِنْهُ: ئۇنىڭدىن قورقتى.

فَزَعٌ: قورقماق، چۆچۈمەك.

﴿لَا يَحْزُنُهُمُ الْفَزَعُ الْأَكْبَرُ﴾ «قرآن»: چوڭ قورقۇنچ (يەنى، قىيامەتنىڭ دەھشىتى) ئۇلارنى قايغۇغا سالمايدۇ.

فَزِعٌ ج فَزِعُونَ: قورققۇچى، چۆچۈگۈچى.

هَبَّ مِنْ نَوْمِهِ فَزِعًا: ئۇيقۇسىدىن چۆچۈپ تۇرۇپ كەتتى.

فَزْعَةٌ: قورقۇنچاق، توخۇ يۈرەك.

فَسَا يَفْسُو فَسْوًا وَ فُسَاءً: ئاۋازسىز يەل قويۇۋەتتى، ئوسۇردى.

فُسَاءٌ: ئاۋازسىز ئوسۇرۇق.

فَسَاحَةٌ: كەڭ بولۇش، ئازادە بولۇش.

فَسَادٌ: بۇزۇلماق، چىرىمەك، چىرىك، بۇزۇلغان، كاردىن چىققان.

فَسَادُ الْأَخْلَاقِ: چىرىكلەشكەن، چۈشكۈنلەشكەن.

﴿وَلَا تَبْغِ الْفَسَادَ فِي الْأَرْضِ﴾ «قرآن»: يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىقنى تىلىمىگىن.

عَاثَ فِي الْأَرْضِ فَسَادًا: بۇزۇقچىلىق قىلدى.

فُسْتَانٌ ج فَسَاتِينُ: ئايالچە كىيىم.

فُسْتُقٌ: پىستە دەرىخى؛ پىستە مېۋىسى.

فُسْتُقِيٌّ: كۆكۈچ.

لَوْنٌ فُسْتُقِيٌّ: كۆكۈچ رەڭ.

ثَوْبٌ فُسْتُقِيٌّ: كۆكۈچ رەخت.

عُيُونٌ فُسْتُقِيَّةٌ: كۆك كۆز.

فَسَحَ يَفْسَحُ فَسْحًا وَ فُسُوحًا فِي الْمَجْلِسِ: ئورۇن بوشىتىپ بەردى، ئورۇن كەڭەيتىپ بەردى، بىكارلاپ بەردى.

فَسَحَ لَهُ الْمَجَالَ: ئۇنىڭغا مەيداننى كەڭەيتىپ بەردى.

﴿فَافْسَحُوا يَفْسَحِ اللهُ لَكُمْ﴾ «قرآن»: باشقىلار سىلەرگە: «ئورۇن چىقىرىپ بېرىڭلار»، دېسە، ئورۇن چىقىرىپ بېرىڭلار. ئاللاھ سىلەرگە (رەھمىتىنى ۋە جەننىتىنى) كەڭەيتىپ بېرىدۇ.

فَسُحَ يَفْسُحُ فَسَاحَةً الْمَكَانُ: جاي كەڭەيدى،

يېپىلدى.

«نُقِلَ بَعْضُ أَثَاثِ الْحُجْرَةِ فَفَسُحَتْ»: خانىنىڭ بەزى جاھازلىرى يۆتكىۋېتىلگەندىن كېيىن خانە كېڭىيىپ كەتتى.

فَسْحٌ: پاسپورت، يول خېتى.

فُسْحَةٌ ج فُسَحٌ: كەڭ، كەڭلىك، ساياھەت.

مَازَالَ فِي الْوَقْتِ فُسْحَةٌ: تېخى ۋاقىت بار.

عُدْنَا لِلتَّوِّ مِنْ فُسْحَةٍ فِي النَّهْرِ: دەريا ساياھىتىدىن ئەمدىلا قايتتۇق.

فَسَخَ يَفْسَخُ فَسْخًا الْبَيْعَ: سودىنى بۇزدى.

فَسَخَ رَأْيَ فُلَانٍ: پالانىنىڭ پىكرىگە رەددىيە بەردى.

فَسَخَ الْمَفْصِلَ: ئۇگىلەرنى ئاجرىتىۋەتتى.

فَسَخَ الثَّوْبَ: كىيىمنى سېلىۋەتتى.

فَسْخٌ: بۇزماق، بىكار قىلماق، ئەمەلدىن قالدۇرماق.

فَسْخٌ ج فِسَاخٌ: گالۋاڭ، دۆت.

فَسْخَةٌ: بىر قېتىم بۇزماق؛ بۇزۇلغان نەرسىنىڭ بۆلۈكى.

رَجُلٌ فَسْخَةٌ: گالۋاڭ، دۆت، ئەقىلسىز.

فَسَدَ يَفْسِدُ فَسَادًا: بۇزۇلدى، چىرىدى، سېسىدى.

﴿لَوْ كَانَ فِيهِمَا آلِهَةٌ إِلَّا اللهُ لَفَسَدَتَا﴾ «قرآن»: ئەگەر ئاسمان ـ زېمىندا ئاللاھدىن باشقا ئىلاھلار بولسا ئىدى، (كائىناتنىڭ تەرتىپى) ئەللىۋەتتە بۇزۇلاتتى.

فَسَدَ الْحَالُ: ئەھۋال قالايمىقانلىشىپ كەتتى.

فَسَدَ الْعَقْدُ: توختام بىكار بولدى.

فَسَدَ يَفْسُدُ فُسُودًا وَ فَسَادًا الشَّيْءُ: نەرسە بۇزۇلدى.

فَسَرَ يَفْسِرُ فَسْرًا الْأَمْرَ: ئىشنى چۈشەندۈردى، بايان قىلدى، ئىزاھلىدى.

فَسَرَ يَفْسِرُ فَسْرًا وَ تَفْسِرَةً الطَّبِيبُ الْبَوْلَ: دوختۇر سۈيدۈكنى تەكشۈردى.

فَسَّاءٌ: ئۇسسۇرغاق.

فَسَّحَ يُفَسِّحُ تَفْسِيحًا الْمَكَانَ: جاينى كېڭەيتتى، ئورۇن بوشاتتى، بىكارلاپ بەردى.

فَسَّخَ يُفَسِّخُ تَفْسِيخًا الشَّيْءَ: نەرسىنى بۇزۇپ تاشلىدى.

فَسَّخَ السَّمَكَ: بېلىقنى تۇزلىدى.

فَسَّدَ يُفَسِّدُ تَفْسِيدًا الشَّيْءَ: نەرسىنى بۇزۇپ تاشلىدى.

فَسَّرَ يُفَسِّرُ تَفْسِيرًا الشَّيْءَ: ئىزاھلىدى، بايان قىلدى، شەرھلىدى.

فَسَّرَ آيَاتِ الْقُرْآنِ الْكَرِيمِ: «قۇرئان كەرىم» ئايەتلىرىنى تەفسىر قىلدى.

فَسَّقَ يُفَسِّقُ تَفْسِيقًا ـ هُ: ئۇنى يولدىن چىقاردى، ئۇنى پاسىق دەپ سانىدى.

فُسْطَاطٌ / فِسْطَاطٌ ج فَسَاطِيطُ: چېدىر، كىگىز ئۆي.

الْفُسْطَاطُ: قەدىمكى قاھىرە.

فُسْفُورٌ: فوسفور.

فَسَقَ يَفْسُقُ / يَفْسِقُ فِسْقًا وَ فُسُوقًا الرَّجُلُ: توغرا يولدىن ئاداشتى، ئازدى، بۇزۇق ئىش قىلدى.

فَسَقَ بِالْمَرْأَةِ: ئايال بىلەن بۇزۇقچىلىق قىلدى، زىنا قىلدى.

﴿وَأَمَّا الَّذِينَ فَسَقُوا فَمَأْوَاهُمُ النَّارُ﴾ «قرآن»: ئاللاھنىڭ ئىتائىتىدىن چىققانلارغا كەلسەك، ئۇلارنىڭ جايى دوزاخ بولىدۇ.

فَسَقَ يَفْسُقُ فُسُوقًا الرَّجُلُ: ئازدى، خاتالاشتى، گۇناھ ئۆتكۈزدى.

فِسْقٌ: گۇناھ؛ يولدىن چىقماق، زىنا.

فِسْقٌ بِإِكْرَاهٍ: باسقۇنچىلىق قىلماق.

﴿وَلَا تَأْكُلُوا مِمَّا لَمْ يُذْكَرِ اسْمُ اللهِ عَلَيْهِ وَ إِنَّهُ لَفِسْقٌ﴾ «قرآن»: (ئى مۆمىنلەر!) ئاللاھنىڭ ئىسمى

ئېيتىلماي بوغۇزلانغان (يەنى، بىسمىللاھ دەپ زەبھى قىلىنمىغان) ھايۋانلارنى يېمەڭلار، ئۇنى يېيىش ئەلۋەتتە گۇناھدۇر.

فَسْقِيَّةٌ / فِسْقِيَّةٌ ج فَسْقِيَّاتٌ وَ فَسَاقِي: كۆل، فونتان.

فِسْكِلٌ: پەسكەش، ئىپلاس، رەزىل.

فَسِلَ يَفْسَلُ فَسَلًا الرَّجُلُ: كىشى رەزىل بولدى، چاكىنىلاشتى، نومۇسسىز بولدى.

فَسَلَ يَفْسُلُ فَسْلًا الصَّبِيَّ: بالىنى (ئەمچەكتىن) ئاجراتتى.

فَسَلَ النَّخْلَةَ: خورما دەرىخىنى تىكتى.

فَسُلَ يَفْسُلُ فَسَالَةً وَ فُسُولَةً الرَّجُلُ: قورقتى، يۈرەكزادە بولدى؛ چۈشكۈنلەشتى.

فَسْلٌ ج أَفْسُلٌ وَ فُسُولٌ وَ فِسَالٌ: رەزىل، چاكىنا، پەسكەش، ناچار؛ تەكىنلىك نوتىسى.

رَجُلٌ فَسْلٌ: چاكىنا ئادەم.

مَتَاعٌ فَسْلٌ: ناچار مال.

فَسْوٌ: ئاۋازسىز ئوسۇرۇق.

فَسُوقٌ: يولدىن چىقماق، ئازماق، گۇناھ قىلماق. ﴿وَكَرَّهَ إِلَيْكُمُ الْكُفْرَ وَ الْفُسُوقَ وَ الْعِصْيَانَ﴾ «قرآن»: سىلەرگە پىسىقنى، كۇفرىنى ۋە گۇناھنى يامان كۆرسەتتى.

فُسُولَةٌ: پىكىرى ئاجىزلىق، كىسالتە پەم؛ مۇرۇۋۋەتسىز، بوشاڭ، بوشاڭلىق، ئوزۇقلۇق يېتىشمەسلىك كېسىلى.

فُسُولِيَةٌ: يېسسى پۇرچاق.

فَسِيحٌ: كەڭ، كەڭ-كۇشادە.

مَكَانٌ فَسِيحٌ: كەڭتاشا جاي.

فَسِيخٌ: تۇزلانغان بېلىق.

فَسِيخٌ مِنَ الرِّجَالِ: گالۋاڭ.

فَسِيخَةٌ ج فَسِيخَاتٌ: كۆك بېلىق.

فُسَيْفِسَاءُ: فارفور خىش، كاھىش.

فَسِيلَةٌ ج فَسَائِلُ: نوتا، كۆچەت. «غَرَسْنَا فِي حَدِيقَتِنَا عَدَدًا مِنَ الْفَسَائِلِ»: بىغىمىزغا بىرقانچە كۆچەت تىكتۇق.

فِسْيُولُوجِيَا (فِسْيُولُوجِيَةٌ): پسىخولوگىيە ئىلمى.

فِسْيُولُوجِيٌّ ج فِسْيُولُوجِيّونَ: پسىخولوگ.

فَشَا يَفْشُو فَشْوًا وَ فُشُوًّا وَ فُشِيًّا الْخَبَرُ: خەۋەر تارقىلىپ كەتتى، يېيىلىپ كەتتى، پاش بولۇپ كەتتى.

فَشَا السِّرُّ: مەخپىيەتلىك ئاشكارىلاندى.

فَشَا الْفَسَادُ بَيْنَ الْمُوَظَّفِيْنَ: خىزمەتچىلەر ئارىسىدا چىرىكلىك ياماراپ كەتتى.

فَشَرَ يَفْشُرُ فَشْرًا: يالغان ئېيتتى، تۆھمەت قىلدى.

فَشَّ يَفُشُّ فَشًّا الْوَرَمُ: ئۆشۈق ياندى.

فَشَّ الْمَنْفُوخَ: يەلنى چىقىرىۋەتتى.

فَشَّ الْقُفْلَ: قۇلۇپنى قومۇرۇۋەتتى؛ ھىيلە بىلەن ئاچتى.

فَشَّ غَلِيْلَهُ: ئاچچىقىنى چىقىرىۋالدى.

فَشٌّ: قوپال كىيىم، يىرىك كىيىم.

فَشَّارٌ ج فَشَّارُونَ: پوچى، لاپچى، كاززاپ.

فَشَّاشٌ: ھىيلە بىلەن قۇلۇپ ئاچقۇچى؛ ئوغرى.

فَشَّخَ يُفَشِّخُ تَفْشِيْخًا الرَّجُلُ: كىشى ئۆزگىلەرنى بوشاشتۇردى، چارچاپ كەتتى.

فَشَّشَ يُفَشِّشُ تَفْشِيْشًا الْوَرَمَ: ئۆشۈقنى ياندۇردى.

فَشَّطَ يُفَشِّطُ تَفْشِيْطًا فُلَانٌ: پو ئاتتى، ماختاندى.

فَشَّلَ يُفَشِّلُ تَفْشِيْلًا غَيْرَهُ: ئۇنى يەڭدى، مەغلۇپ قىلدى، سۇندۇردى.

فَشَغَ يَفْشِغُ فَشْغًا الشَّيْءُ: چېچىلىپ كەتتى، تارىلىپ كەتتى.

فَشَقَ يَفْشُقُ فَشْقًا الشَّيْءَ: نەرسىنى سۇندۇرۇۋەتتى.

فَشِقَ يَفْشَقُ فَشَقًا: بۇكۈردى، چاپتى.

فَشَكٌ: دۈگەت، سۆرۈل، مىشەك.

بَيْتُ الْفَشَكِ: ئوقدان.

فَشِلَ يَفْشَلُ فَشَلًا الرَّجُلُ: كىشى بوشاپ كەتتى،

ئاجىزلاپ كەتتى، روھى چۈشتى، مەغلۇپ بولدى، (ئۇرۇش ياكى بىرەر قاتتىقچىلىق ۋاقتىدا) قورقتى، ئەيمەندى.

﴿إِذْ هَمَّتْ طَائِفَتَانِ مِنْكُمْ أَنْ تَفْشَلَا وَاللهُ وَلِيُّهُمَا﴾ ‹قرآن›: ئۆز ۋاقتىدا سىلەردىن ئىككى گۇرۇھ ئاجىزلىق كۆرسەتمەكچى بولدى، ئاللاھ ئۇلارنىڭ مەددەتكارى ئىدى.

فَشِلَ فِي تَحْقِيقِ أَهْدَافِهِ: مەقسىتىنى ئىشقا ئاشۇرۇش يولىدا مەغلۇپ بولدى.

فَشَلٌ: مەغلۇپ بولماق، يېڭىلماق.

فَشَلٌ شَنِيعٌ: قاتتىق مەغلۇبىيەت.

«كَانَ يَأْمُلُ النَّجَاحَ وَلٰكِنَّهُ بَاءَ بِالْفَشَلِ»: ئۇ مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشنى ئۈمىد قىلاتتى، لېكىن ئۇ مەغلۇپ بولدى.

فَشْلٌ / فَشِلٌ ج أَفْشَالٌ وَفُشْلٌ: قورقۇنچاق، يۈرەكسىز؛ كاجۇۋا.

مُرَشَّحٌ فَشِلٌ: يېڭىلگەن نامزات.

فَشْوٌ: تارقىلىپ كەتمەك، يېيىلىپ كەتمەك.

فَشْوَةٌ: ئاياللارنىڭ گىرىم قۇتىسى.

فَشُوشٌ: مەنمەنچى؛ پايدىسىز، كېرەكسىز؛ قويال كىيىم.

كَلَامٌ فَشُوشٌ: پايدىسىز سۆز.

عَمَلٌ فَشُوشٌ: پايدىسىز ئىش.

فَشِيلٌ ج فُشَلَاءُ م فَشِيلَةٌ ج فِشَالٌ: قورقۇنچاق، يۈرەكسىز.

فُشِيٌّ: تارقىلىپ كەتمەك، يېيىلىپ كەتمەك.

فَصَاحَةٌ: پاساھەت، سۆزگە ماھىرلىق، تىلى راۋانلىق.

فِصَادٌ: قان ئالماق.

فِصَادَةٌ: قان ئېلىش تېخنىكىسى، قان ئېلىپ داۋالاش ئۇسۇلى.

فِصَالٌ: ئەمچەكتىن ئايرىماق.

﴿حَمَلَتْهُ أُمُّهُ وَهْنًا عَلَى وَهْنٍ وَفِصَالُهُ فِي عَامَيْنِ﴾ ‹قرآن›: ئانىسى ئۇنى (قورسىقىدا) ئۈستى-ئۈستىگە ئاجىزلىق بىلەن كۆتۈردى، ئىككى يىلدا ئۇنى ئەمچەكتىن ئايرىدى.

«صَلَاةُ الْأَوَّابِينَ حِينَ تَرْمَضُ الْفِصَالُ» ‹حديث›: تەۋبە قىلغۇچىلارنىڭ نامىزى بوتىلاقلار ئىسسىقتىن پۇتلىرىنى يەرگە قويالمىغان چاغدىكى نامازدۇر.

فَصُحَ يَفْصُحُ فَصَاحَةً الرَّجُلُ: سۆزى ئوچۇق، راۋان بولدى.

«حَفِظَ الْقُرْآنَ وَقَرَأَ الشِّعْرَ الْعَرَبِيَّ فَفَصُحَتْ لُغَتُهُ»: قۇرئاننى يادلاپ ۋە شېئىر ئوقۇپ ئۇنىڭ تىلى پاساھەتلىشىپ كەتتى.

فَصْحٌ: پاساھەتلىك سۆز.

فِصْحٌ: ئوچۇق ئىللىق كۈن.

عِيدُ الْفِصْحِ: ناسارالارنىڭ ئېتىقاد قىلىشىچە، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ تىرىلىش كۈننى خاتىرىلەش چوڭ بايرىمى (پاسخا بايرىمى)، يەھۇدىيلارنىڭ مىسىردىن چىققانلىقىنى خاتىرىلەش بايرىمى.

فُصْحَى: ئەڭ پاساھەتلىك، سۆزگە ماھىر، سۆزمەن، ئەرەب ئەدەبىي تىلى.

اللُّغَةُ الْفُصْحَى: ئەرەب تىلى.

اللُّغَةُ الْعَرَبِيَّةُ الْفُصْحَى: تېپىك ئەرەب تىلى.

«تُذَاعُ نَشَرَاتُ الْأَخْبَارِ بِاللُّغَةِ الْعَرَبِيَّةِ الْفُصْحَى»: خەۋەرلەر ئەرەب ئەدەبىي تىلى بىلەن تارقىتىلىدۇ.

فَصَدَ يَفْصِدُ فَصْدًا وَفِصَادًا الْمَرِيضَ: كېسەلدىن قان ئالدى.

فَصْدٌ: قان ئالماق.

فَصٌّ ج فُصُوصٌ وَفِصَاصٌ: (ئۈزۈكنىڭ) كۆزى؛ قات؛ تىلىم، پارچە.

فَصّ الرِّئَةِ: ئۆپكىنىڭ قانىتى.

لِهَذَا الْخَاتَمِ فَصٌّ ثَمِينٌ: بۇ ئۈزۈككە ئېسىل كۆز قويۇلغان.

فَصّ الثَّوْمِ: سامساق تىلىمى.

بِنَصِّهِ وَفَصِّهِ: سۆزمۇسۆز.

«هَذَا مَا قَالَهُ بِنَصِّهِ وَ فَصِّهِ»: مانا بۇ سۆز ئۇنىڭ دېگەنلىرى.

فَصَّاصٌ ج فَصَّاصُونَ: ئۈزۈككە كۆز ياسىغۇچى.

فَصَّصَ يُفَصِّصُ تَفْصِيصًا الْخَاتَمَ: ئۈزۈككە كۆز ئورناتتى.

فَصَّصْتُ الثَّوْمَ فِي الْمَطْبَخِ: سامساقنى ئاشخانىدا ئاقلىدىم.

فَصَّصَ الْبُرْتُقَالَةَ: ئاپېلسىننى سويدى.

فَصَّلَ يُفَصِّلُ تَفْصِيلًا الْكَلَامَ: سۆزنى ئوچۇق قىلدى، ئېنىق قىلدى، تەپسىلىي بايان قىلدى.

فَصَّلَ الشَّيْءَ: نەرسىنى بۆلدى، بابلارغا ئايرىدى.

فَصَّلَ الثَّوْبَ: رەختنى پىچتى، كەستى.

﴿كِتَابٌ فُصِّلَتْ آيَاتُهُ﴾ «قرآن»: ئايەتلىرى ئوچۇق بايان قىلىنغان كىتابتۇر.

فُصْفَاتٌ: فوسفات، كىسلاتا تۇزى.

فُصْفُورٌ: فوسفور.

فُصْفُورِيٌّ: فوسفورلۇق.

ضِيَاءٌ فُصْفُورِيٌّ: فوسفور نۇرى، ئېزىتقۇ ئوت.

فَصَلَ يَفْصِلُ فَصْلًا الشَّيْءَ: ئايرىۋەتتى، بۆلۈۋەتتى، ئاجرىتىۋەتتى، ئۈزۈۋەتتى، قوغلىۋەتتى.

فَصَلَهُ مِنَ الْوَظِيفَةِ: ئۇنى خىزمەتتىن بوشىتىۋەتتى.

فَصَلَ فِي الْأَمْرِ: قارار قىلدى، بەلگىلىدى.

فَصَلَ الْوَلَدَ عَنِ الرَّضَاعِ: بالىنى ئەمچەكتىن چىقىرىۋەتتى.

﴿فَلَمَّا فَصَلَ طَالُوتُ بِالْجُنُودِ﴾ «قرآن»: ... تالۇت ئەسكەرلىرى بىلەن (بەيتۇلمۇقەددەستىن) ئايرىلغان چاغدا...

«فَصَلَتِ الْجَامِعَةُ بَعْضَ الطَّلَبَةِ»: ئۇنىۋېرسىتېت بەزى ئوقۇغۇچىلارنى قوغلىۋەتتى.

فَصْلٌ: ئايرىماق، بۆلمەك، ئاجراتماق، كەسمەك، ئۈزمەك.

﴿إِنَّهُ لَقَوْلٌ فَصْلٌ وَمَا هُوَ بِالْهَزْلِ﴾ «قرآن»: قۇرئان شەك-شۈبھىسىز (ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىغۇچى) سۆزدۇر، ئۇ چاقچاق ئەمەستۇر.

«كَانَ كَلَامُ رَسُولِ اللهِ كَلَامًا فَصْلًا يَفْهَمُهُ كُلُّ مَنْ يَسْمَعُهُ» «حديث»: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناھايىتى ئېنىق سۆزلەيتتى، ئاڭلىغانلا ئادەم چۈشىنەلەيتتى.

فَصْلٌ ج فُصُولٌ: قىسىم، پارچە، بىر بۆلۈك؛ مەكتەپلەردىكى سىنىپ؛ پەسىل؛ زاپچاس.

أَصْلٌ وَ فَصْلٌ: غول ۋە شاخ، ئاساس ۋە تارماق.

فَصْلٌ مَدْرَسِيٌّ: ئوقۇش مەۋسۇمى.

فَصْلُ الْخِطَابِ: ئەڭ ئاخىرقى ھۆكۈم، ئاخىرقى قارار، «ئەمما بەئدۇ»دىن كېيىنكى سۆز.

فَصْلٌ فِي الْخُصُومَاتِ: قارار، ھۆكۈم.

الْقَوْلُ الْفَصْلُ: ھەل قىلغۇچ سۆز، قەتئىي سۆز.

يَوْمُ الْفَصْلِ: قىيامەت كۈنى.

فَصْلُ الرَّبِيعِ أَجْمَلُ الْفُصُولِ: باھار پەسلى ئەڭ گۈزەل پەسىل.

الشِّتَاءُ أَبْرَدُ الْفُصُولِ: قىش پەسىللەرنىڭ ئەڭ سوغۇقىدۇر.

تَمْثِيلِيَّةٌ ذَاتُ فَصْلٍ وَاحِدٍ: بىر پەردىلىك دراما.

فَصْلَةٌ ج فِصِلٌ: پەش (جۈملە ئايرىمىسىدىكى).

فَصْلَةٌ مَنْقُوطَةٌ: چېكىتلىك پەش.

فِصْلَةٌ: كىتابچە.

فَصَمَ يَفْصِمُ فَصْمًا الشَّيْءَ: كەستى، ئۈزدى، ياردى.

فَصَمَ عُرَى الصَّدَاقَةِ: دوستلۇق ئالاقىسىنى ئۈزدى.

فَصَمَ الْعُقْدَةَ: تۈگۈننى يەشتى.

فَصَمَ الْعُودَ: ياغاچنى ئەگدى.

فَصَمَ الْحَمْلُ الثَّقِيلُ ظَهْرَهُ: ئېغىر يۈك ئۇنىڭ بېلىنى سۇندۇرۇۋەتتى.

فَصْمٌ: كەسمەك، ئۈزمەك.

الْفَصْمَةُ: يېرىق، يوچۇق.

فَصَى يَفْصِي فَصْيًا الشَّيْءَ مِنَ الشَّيْءِ: بىر نەرسىنى يەنە بىر نەرسىدىن ئايرىدى، تاللىدى، ئاجراتتى.

فَصِيحٌ ج فُصَحَاءُ: پاساھەتلىك سۆز قىلغۇچى، ناتىق، سۆزگە ماھىر.

كَلَامٌ فَصِيحٌ: پاساھەتلىك سۆز.

لِسَانٌ فَصِيحٌ: پاساھەتلىك تىل.

فَصِيلٌ ج فِصَالٌ وَ فُصْلَانٌ: ئەمچەكتىن ئايرىۋېتىلگەن ھايۋان بالىسى.

فَصِيلَةٌ ج فَصَائِلُ: تۈر، خىل، قىسىم.

فَصِيلَةُ الرَّجُلِ: كىشىنىڭ تۇغقانلىرى، يېقىنلىرى.

﴿وَفَصِيلَتِهِ الَّتِي تُؤْوِيهِ﴾ «قرآن»: ئۆزى مەنسۇپ بولغان قوۋم-قېرىنداشلىرىنى.

فَصِيلَةٌ فِي الْجَيْشِ: پەي (ھەربىي ئاتالغۇ).

فَصَائِلُ الثَّائِرِينَ: قوزغىلاڭچى قىسىم.

«إِجْتَمَعَ الرَّئِيسُ بِقَادَةِ الْفَصَائِلِ»: باشلىق قىسىم رەھبەرلىرى بىلەن بىللە بولدى.

فَضَا يَفْضُو فَضَاءً وَ فُضُوًّا الْمَكَانُ: جاي بوش بولدى، كەڭ بولدى، ئازادە بولدى.

فَضَاءٌ ج أَفْضِيَةٌ: بوش يەر، ئوچۇقچىلىق يەر.

بَيْتُ الْفَضَاءِ: خالاجاي، ھاجەتخانا.

مَلَاحُ الْفَضَاءِ. رَائِدُ الْفَضَاءِ. رَجُلُ الْفَضَاءِ: ئالەم ئۇچقۇچىسى.

«أَطْلَقَتْ بَعْضُ الدُّوَلِ أَقْمَارًا صِنَاعِيَّةً فِي الْفَضَاءِ»: بەزى دۆلەتلەر بوشلۇقتا سۈنئىي ھەمراھ قويۇپ بەردى.

فِضَالٌ: ئىش كىيىمى، ئۇخلاش كىيىمى.

فُضَالَةٌ: قالدۇق، ئېشىپ قالغىنى، ئارتۇقى؛ قالدۇق تەرىپى.

«كَانَ لَا يَحْصُلُ إِلَّا عَلَى الْفُضَالَةِ»: ئۇ پەقەت نەرسىنىڭ قالدۇقىنىلا ئېرىشەلەيتتى.

فَضَحَ يَفْضَحُ فَضْحًا غَيْرَهُ: باشقىسىنىڭ ئەيىبىنى ئاچتى، رەسۋا قىلدى.

فَضَحَ الْمُعَمَّى: تېپىشماقنى تاپتى.

فَضَحَ الْقَمَرُ النُّجُومَ: ئاي يورۇقى يۇلتۇزلارنى ئۆچۈرۈۋەتتى.

فَضَحَ الْمَرْأَةَ: ئايالنىڭ نومۇسىغا تەگدى.

﴿قَالَ إِنَّ هَؤُلَاءِ ضَيْفِي فَلَا تَفْضَحُونِ﴾ «قرآن»: لۇت ئېيتتى: «بۇلار مېنىڭ مېھمىنىم، مېنى رەسۋا قىلماڭلار».

فَضِخَ يَفْضَخُ فَضَخًا: ئاقاردى، ئاق بولدى.

فَضَخَ يَفْضَخُ فَضْخًا الشَّيْءَ: يېرىۋەتتى، بۆلۈۋەتتى، ئاجرىتىۋەتتى.

فَضَخَ الْعَيْنَ: كۆزنى قويۇۋەتتى.

فَضَّ يَفُضُّ فَضًّا خَتْمَ الْكِتَابِ: مەكتۇپنى ئاچتى.

فَضَّ اللُّؤْلُؤَةَ: مەرۋايىتقا تۆشۈك ئاچتى.

فَضَّ الشَّيْءَ: نەرسىنى تەقسىم قىلدى، بۆلدى.

فَضَّ الْإِجْتِمَاعَ: يىغىننى تارقىتىۋەتتى.

فَضَّ الدُّمُوعَ: ياش تۆكتى.

«هَذَا الضَّرِيحُ يَفَضُّ بِالزُّوَّارِ»: بۇ مازار زىيارەتچىلەر بىلەن توشۇپ كەتتى.

لَا فُضَّ فُوكَ: بەك ياخشى بولدى، ياخشى سۆزلىدىڭ.

فُضَّ فُوهُ: ۋالاقشىما، ئېغىزىڭنى يۇم.

فَضٌّ: ئاچماق، يېرتماق، تارقىتىۋەتمەك، پۈكلىمەك، قاتلىماق.

فَضَّاحٌ ج فَضَّاحَةٌ: پەسكەش، رەزىل، پېتنىخور.

الْجَهْلُ الْفَضَّاحُ: نومۇسسىزلىق، شەرمەندىلىك، دۆتلۈك.

فِضَّةٌ: كۈمۈش.

﴿وَيُطَافُ عَلَيْهِمْ بِآنِيَةٍ مِنْ فِضَّةٍ﴾ «قۇرئان»: ئۇلارغا كۈمۈش تەخسىلەر ئايلاندۇرۇپ سۇنۇلۇپ تۇرىدۇ.

فَضَّحَ يُفَضِّحُ تَفْضِيحًا الصّبْحُ: تاڭ يورۇدى.

فَضَّضَ يُفَضِّضُ تَفْضِيضًا الشَّيْءَ: نەرسىگە كۈمۈش يالاتتى، ھەل بەردى.

فَضَّلَ يُفَضِّلُ تَفْضِيلًا عَلَى غَيْرِهِ: باشقىلاردىن ئارتۇق ھېسابلىدى.

يُفَضِّلُ الْمَوْتَ عَلَى الْإِسْتِسْلَامِ: ئۆلۈمنى تەسلىم بولۇشتىن ئارتۇق كۆرىدۇ، ئۆلسىمۇ تىز پۈكمەيدۇ.

﴿وَلَقَدْ فَضَّلْنَا بَعْضَ النَّبِيِّينَ عَلَى بَعْضٍ﴾ «قۇرئان»: بىز ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلەرنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن ئۈستۈن قىلدۇق.

فِضِّيٌّ: كۈمۈشتەك، كۈمۈشتىن بولغان.

أَبْيَضُ فِضِّيٌّ: كۈمۈش رەڭ.

السِّتَارُ الْفِضِّيّ: ئېكران.

الثَّعْلَبُ الْفِضِّيّ: قارامتۇل تۈلكە.

الْعِيدُ الْفِضِّيّ لِلزَّوَاجِ: كۈمۈش تويى، تويى قىلغانلىقنىڭ 40 يىللىق خاتىرىسى.

يَمْلِكُ سَيَّارَةً فِضِّيَّةَ اللَّوْنِ: كۈمۈش رەڭ ماشىنىسى بار.

يَمْلِكُ مَحَلًّا لِبَيْعِ الْآنِيَةِ الْفِضِّيَّةِ: كۈمۈش قاچا-قۇچا ساتىدىغان دۇكىنى بار.

فِضِّيَّاتٌ: كۈمۈشتىن ياسالغان قاچا-قۇچىلار.

فَضْفَاضٌ: كەڭ، كەڭ-كۇشادە.

ثَوْبٌ فَضْفَاضٌ: كەڭ كىيىم.

فَضْفَضَ يُفَضْفِضُ فَضْفَضَةً الثَّوْبُ: كىيىم كەڭ بولدى.

فَضْفَضَ الْعَيْشُ: تۇرمۇش پاراۋان بولدى.

فَضْفَضَ الشَّيْءَ: نەرسىنى كېڭەيتتى.

فَضَلَ يَفْضُلُ فَضْلًا الشَّيْءُ: نەرسە ئېھتىياجىدىن ئارتۇق بولدى، زىيادە بولدى؛ قېلىپقالدى.

فَضَلَ عَلَيْهِ: ئۇنىڭدىن ئېشىپ كەتتى، ئۇنىڭغا ئۈستۈن كەلدى.

هَلْ فَضَلَ مَعَكَ شَيْءٌ؟: بىرەر نەرسەڭ ئاشتىمۇ؟

«وَزَّعَ مَا فَضَلَ مِنْ مَالِهِ عَلَى الْفُقَرَاءِ: ئارتۇق ماللىرىنى كەمبەغەللەرگە تارقىتىپ بەردى.

فَضُلَ يَفْضُلُ فُضُولًا الشَّيْءُ: ئېسىل بولدى، پەزىلەتلىك بولدى.

فَضْلٌ ج فُضُولٌ: ياخشىلىق، ئېھسان، مەرھەمەت؛ ئارتۇقچىلىق، ئالاھىدىلىك؛ شەرەپ، پەزىلى.

صَاحِبُ فَضْلٍ: تۆھپىكار، پەزىلەتلىك زات، پەزىلى ئىگىسى.

﴿إِنَّ الْفَضْلَ بِيَدِ اللهِ يُؤْتِيهِ مَنْ يَشَاءُ﴾ «قۇرئان»: پەزل-كەرەم ئاللاھنىڭ ئىلكىدىدۇر، ئاللاھ ئۇنى خالىغان كىشىگە بېرىدۇ.

مِنْ فَضْلِكَ: مەرھەمەت! مەرھەمەت قىلىپ.

رِجَالُ الْفَضْلِ وَ الْعِلْمِ: ئالىملار.

«إِحْتَفِظْ بِفَضْلِ طَعَامِكَ فَقَدْ تَحْتَاجُ إِلَيْهِ»: ئاشقان تاماقنى ساقلاپ قويغىن، ئۇنىڭغا ھاجىتىڭ چۈشىدۇ.

«إِنْتَصَرُوا بِفَضْلِ إِخْلَاصِهِمْ وَتَضْحِيَتِهِمْ»: ئۇلار سەمىمىيلىك ۋە پىداكارلىق روھى ئارقىلىق غەلىبە قىلدى.

«لَا يَمْلِكُ كُوخًا فَضْلًا عَنْ قَصْرٍ»: ئۇنىڭ سارايى تۇگۇل كىچىك كەپىسىمۇ يوق.

«كَانَ مَعْرُوفًا بِالصِّدْقِ وَالْأَمَانَةِ فَضْلًا عَنِ الْعِلْمِ وَالْأَدَبِ»: ئۇ بىلىمى ۋە ئەخلاقىدىن تاشقىرى، راستچىللىق ۋە ئىشەنچ بىلەن تونۇلغانىدى.

فُضْلٌ: ئىش كىيىمى، ئۆخلاش كىيىمى.

فَضَلَاتٌ: گەندە.

فَضَلَاتُ الْجِسْمِ: بەدەننىڭ چىقىرىندىلىرى، ئاجراتمىلار.

فَضَلَاتُ الطَّعَامِ: تاماقنىڭ يۇقۇندىلىرى، قالدۇقى.

فَضْلَةٌ ج فَضَلَاتٌ ج فِضَالٌ: قالدۇق، ئېشىپ قالغىنى، ئارتۇقى؛ قالدۇق تەرىپى.

فضلي ج فُضْلَيَاتٌ: ئەڭ ياخشى، ئەڭ ئېسىل، ئەڭ ئارتۇق.

فُضْلَيَاتُ السَّيِّدَاتِ: پەزىلەتلىك خانىملار.

فُضُولٌ: مۇناسىۋەتسىز ئىشقا ئارىلاشماق، ئاقسااللىق قىلماق.

فُضُولُ الْجِسْمِ: چىقىرىندى ماددىلار، ئاجراتمىلار.

هَذَا مِنْ فُضُولِ الْقَوْلِ: بۇ ئارتۇقچە سۆز، مۇناسىۋەتسىز سۆز.

كَانَ كَثِيرُ الْفُضُولِ: ئۇ ئارىلاشقاق ئادەم ئىدى.

فُضُولِيٌّ ج فُضُولِيّونَ: يېتىم ئاقسااقال، ئارىلاشقاق.

لَاتَكُنْ فُضُولِيًّا: ئاقسااللىق قىلما.

فَضِيحٌ: شەرمەندە، رەسۋالىق، نومۇسسىزلىق، يۈزى چۈشۈپ كەتمەك؛ ئاشكارىلانغان.

فَضِيحَةٌ ج فَضَائِحُ: رەسۋالىق، شەرمەندىلىك، سەتچىلىك، يامان ئاتاق.

فَضِيحَةٌ أَخْلَاقِيَّةٌ: نومۇسسىزلىق.

فَضِيحَةٌ مَالِيَّةٌ: مالىيە رەسۋاچىلىقى.

«أَدَّتِ الْفَضِيحَةُ إِلَى اسْتِقَالَةِ الْحُكُومَةِ»: سەتچىلىك هۆكۈمەتنىڭ ئىستېپا بېرىشىگە ئېلىپ كەلدى.

فَضِيخٌ: ئۈزۈم شەربىتى، خورما شەربىتى.

فَضِيلٌ ج فُضَلَاءُ: پەزىلەتلىك، پەزلى ئىگىسى.

الشَّهْرُ الْفَضِيلُ: رامىزان ئېيى.

كَانَ شَخْصًا فَضِيلًا: ئۇ پەزىلەتلىك ئادەم.

أَيُّهَا السَّادَةُ الْفُضَلَاءُ: هۆرمەتلىك ئەپەندىلەر.

فَضِيلَةٌ ج فَضَائِلُ: گۈزەل ئەخلاق، ئېسىل خىسلەت؛ ئارتۇقچىلىق، ئالاھىدىلىك، پەزىلەت.

صَاحِبُ الْفَضِيلَةِ: جانابلىرى، ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتى شەيخىنىڭ ئالدىدا قوشۇپ ئېيتىلىدىغان سۆز.

فَضِيلَةُ الشَّيْخِ الْأَزْهَرِ: ئەزھەر داشۆسىنىڭ پېشۋاسى جانابلىرى.

«فَضِيلَةُ السَّفَرِ بِالطَّائِرَةِ سُرْعَةُ الْوُصُولِ»: ئايروپىلاندا سەپەر قىلىشنىڭ ئارتۇقچىلىقى تېز يېتىپ بېرىشتۇر.

فَطَا يَفْطُو فَطْوًا الدَّابَّةَ: ئۇلاغنى قاتتىق هەيدىدى.

فَطَائِرِيٌّ: گۆشنانچى، قوتۇرماچچى.

فِطَارٌ: ئەتىگەنلىك تاماق، ناشتىلىق.

فِطَامٌ: ئەمچەكتىن ئايرىماق.

«تَحَسَّنَتْ صِحَّةُ الطِّفْلِ بَعْدَ فِطَامِهِ»: بوۋاقنىڭ سالامەتلىكى ئەمچەكتىن ئايرىۋەتكەندىن كېيىن ياخشىلىنىپ كەتتى.

فَطَانَةٌ: زېرەكلىك، ئەقىللىقلىق.

«نَجَحَ فِي أَعْمَالِهِ لِأَنَّهُ كَانَ ذَا فَطَانَةٍ»: ئۇ زېرەك بولغانلىقتىن ئىشلاردا مۇۋەپپەقىيەت قازاندى.

فَطَأَ يَفْطَأُ فَطْأً بِهِ عَنْ رَأْيِهِ: ئۇنى پىكرىدىن ياندۇردى.

فَطَأَ الشَّيْءَ: نەرسىنى بۇزۇۋەتتى، يېرىۋەتتى.

فَطَأَ بِهِ الْأَرْضَ: ئۇنى يەرگە باستى.

فَطَأَ ظَهْرَ بَعِيرِهِ: تۆگىسىگە ئېغىر يۈك ئارتتى.

فَطَحَ يَفْطَحُ فَطْحًا الشَّيْءَ: نەرسىنى كېڭەيتتى، يايدى.

فَطَحَ الْقَلَمَ: قەلەمنى ئۇچلىدى.

فَطَحَتِ الْمَرْأَةُ بِالْوَلَدِ: ئايال تۇغدى.

فِطَحْلٌ ج فَطَاحِلُ: كەلكۈن، قىيان؛ بەستلىك؛ مول بىلىملىك، كاتتا ئالىم.

كَانَ مِنْ فَطَاحِلِ الشُّعَرَاءِ: ئۇ چوڭ شائىر ئىدى.

فَطَرَ يَفْطُرُ فَطْرًا اللهُ الْعَالَمَ: ئاللاھ پۈتۈن كائىناتنى ياراتتى، پەيدا قىلدى، خەلق ئەتتى.

﴿فَطَرَ السَّمَوَاتِ وَ الْأَرْضَ﴾ «قرآن»: ئاسمانلارنى، زېمىننى ياراتقان...

فَطَرَ النَّبَاتُ: ئوت-چۆپ زېمىننى يېرىپ چىقتى.

فَطَرَ النَّابُ: تىرناق ئۆستى.

«كَانَ مَنْظَرُهَا يُثِيرُ الْحُزْنَ وَيَفْطُرُ الْقُلُوبَ»: ئۇنىڭ كۆرۈنۈشى غەم-قايغۇنى قوزغاپ يۈرەكلەرنى ئېزىۋاتاتتى.

فَطِرَ عَلَى حُبِّ الْخَيْرِ: ياخشىلىق قىلىش ۋۇجۇدىغا سىڭىپ كەتكەن.

فَطَرَ يَفْطُرُ فَطْرًا / فِطْرًا وَ فُطُورًا الصَّائِمُ: روزىدار ئېغىز ئاچتى.

فِطْرٌ: ئېغىز ئېچىش، ئېغىز ئاچماق؛ موگۇ.

عِيدُ الْفِطْرِ: روزى ھېيت بايرىمى.

«أَحَبُّ عِبَادِي إِلَيَّ أَعْجَلُهُمْ فِطْرًا» ‹حديث›: ... بەندىلىرىمنىڭ ئىچىدە مەن ئەڭ ياقتۇرىدىغىنى ئۇلارنىڭ ئېغىز ئېچىشقا ئالدىرايدىغانلىرىدۇر.

صَدَقَةُ الْفِطْرِ: سەدىقە پىتىرى.

فَطْرٌ ج فُطُورٌ: يېرىق، يوچۇق، تۆشۈك.

﴿فَارْجِعِ الْبَصَرَ هَلْ تَرَى مِنْ فُطُورٍ﴾ ‹قرآن›: سەن تەكرار قاراپ باققىنكى، بىرەر يوچۇقنى كۆرەمسەن.

فَطْرٌ: يارماق، پارچىلىماق.

فُطْرٌ / فِطْرٌ: موگۇ، يەر مەدىكى.

فِطْرَةٌ ج فِطَرٌ: تەبىئىي ھالەت، تۇغما سۈپەت؛ ياراتماق، ئىجاد قىلماق؛ سەدىقە پىتىرى؛ دىن.

عَلَى الْفِطْرَةِ: تەبىئىي ھالەتتە، تەبىئىي ئەھۋالدا.

﴿فِطْرَةَ اللهِ الَّتِي فَطَرَ النَّاسَ عَلَيْهَا لَا تَبْدِيلَ لِخَلْقِ اللهِ﴾ ‹قرآن›: ئاللاھنىڭ دىنىغا (ئەگەشكىن)، ئاللاھ ئىنسانلارنى شۇ دىن بىلەن ياراتقان، ئاللاھنىڭ ياراتقىنىدا ئۆزگىرىش بولمايدۇ.

وَزَّعَ الْفِطْرَةَ عَلَى الْفُقَرَاءِ: يېقىرلارغا سەدىقە پىتىرى تارقاتتى.

فِطْرِيٌّ: تەبىئىي، تۇغما، ئەسلىي ھالەت.

الْإِنْسَانُ الْفِطْرِيُّ: ئىپتىدائىي ئادەم.

رَدُّ فِعْلٍ فِطْرِيٌّ: تەبىئىي ئىنكاس.

سُلُوكٌ فِطْرِيٌّ: تەبىئىي ئەخلاق.

الْمَوَاهِبُ الْفِطْرِيَّةُ: تالانت، تۇغما قابىلىيەت.

فَطَسَ يَفْطِسُ / يَفْطُسُ فُطُوسًا: تاسادىپىي ئۆلدى، ھالاك بولدى.

فَطَسَ يَفْطِسُ فَطْسًا بِالْكَلِمَةِ: سۆزنى يۇزىدىلا ئېيتتى.

فَطِسَ يَفْطَسُ فَطَسًا الرَّجُلُ: كىشى پاناق بۇرۇن بولدى.

فَطَّرَ يُفَطِّرُ تَفْطِيرًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ياردى، پارچىلىدى.

فَطَّرَ الصَّائِمَ: روزىدارنى ئېغىز ئاچقۇزدى، ئېغىز ئاچقۇزدى، ئىپتارلىق بەردى.

«مَنْ فَطَّرَ صَائِمًا كَانَ لَهُ مِثْلُ أَجْرِهِ غَيْرَ أَنَّهُ لَا يَنْقُصُ مِنْ أَجْرِ الصَّائِمِ شَيْءٌ» ‹حديث›: كىمكى روزا تۇتقۇچىنى ئىپتار قىلدۇرسا، ئىپتار قىلدۇرغۇچىغا روزا تۇتقۇچىغا بېرىلگەن ساۋابقا ئوخشاش ساۋاب بېرىلىدۇ.

«التَّدْخِينُ يُفَطِّرُ الصَّائِمَ»: تاماكا چېكىش روزىنى بۇزىۋېتىدۇ.

فَطَّرَ ضَيْفَهُ خُبْزًا وَ جُبْنًا: مېھمىنىنى نان ۋە پىشلاق بىلەن ئىپتار قىلدۇردى.

فَطَّسَ يُفَطِّسُ تَفْطِيسًا أَنْفَهُ: ئۇنىڭ بۇرنىنى پاناق قىلىپ قويدى.

فَطَّسَهُ: ئۇنى ئۆلتۈرۈپ قويدى.

فَطَّمَ يُفَطِّمُ تَفْطِيمًا الشَّجَرُ: مېۋىلىك دەرەخ قۇرۇقدىلىپ قالدى.

فَطَّنَ يُفَطِّنُ تَفْطِينًا الْأَمْرَ: ئىشنى چۈشەندۈردى، بىلدۈردى.

فَطَّنَ الْأُسْتَاذُ الطَّالِبَ: ئۇستاز ئوقۇغۇچىنى

تەربىيىلىدى.

«لَمْ أَكُنْ لأَفْطَنَ لِهٰذَا لَوْلاَ أَنْ فَطَّنَنِي لَهُ»: مېنى سەن ئاگاھلاندۇرمىغان بولساڭ، بۇنى مەن ئۇقمايدىكەنمەن.

فَطِّيسٌ ج فَطَاطِيسُ: بازغان.

فَطَمَ يَفْطِمُ فَطْمًا الْوَلَدَ: بالىنى ئەمچەكتىن ئاجراتتى.

فَطَمَ الْحَبْلَ: ئارغامچىنى ئۈزۈۋەتتى.

«فَطَمَتْهُ أُمُّهُ عِنْدَمَا أَصْبَحَ عُمْرُهُ عَامَيْنِ»: ئانىسى ئۇنى ئىككى ياشتا ئەمچەكتىن ئايرىۋەتتى.

فَطَنَ يَفْطَنُ فَطْنًا / فِطْنًا وَ فُطْنًا وَ فُطُونَةً الرَّجُلُ: زېرەك بولدى، چېچەن بولدى.

فَطَنَ لِلأَمْرِ: چۈشەندى.

فَطِنَ يَفْطَنُ فَطَنًا وَ فِطْنَةً وَ فَطَانَةً الرَّجُلُ: ئەقىللىق بولدى، تۇيدى، ھېس قىلدى.

فَطِنَ بِهِ: ئۇنى ئاگاھلاندۇردى.

لَمْ يَفْطَنْ لَهُ أَحَدٌ: ئۇنى ھېچكىم تۇيمىدى.

فَطْنٌ ج فُطْنٌ وَ فُطُنٌ: زېرەك، ھوشيار، ئۆتكۈر.

فَطِنٌ ج فُطُنٌ: زېرەك، چېچەن، ئۆتكۈر، تۇيغۇن.

الْفَطِنُ تَكْفِيهِ الإِشَارَةُ: ئاقىلغا ئىشارەت.

فِطْنَةٌ ج فِطَنٌ: زېرەكلىك، چېچەنلىك، چۈشىنىش قۇۋۋىتى.

«أَنْقَذَتْهُ فِطْنَتُهُ مِنْ ذَلِكَ الْمَوْقِفِ الْحَرِجِ»: بۇ قىيىن ئەھۋالدىن ئۇنىڭ زېرەكلىكى ئۇنى قۇتۇلدۇردى.

فُطُورٌ: ئەتىگەنلىك تاماق، ناشتىلىق.

أَتَنَاوَلُ فُطُورِيْ فِي الصَّبَاحِ الْبَاكِرِ: ناشتىلىقىمنى ئەتىگەندىلا يەۋالىمەن.

فَطُونٌ: زېرەك، ھوشيار، ئۆتكۈر.

فُطُونَةٌ: ئەقىللىق، زېرەك؛ ئەقلىي كۈچ.

فَطِيرٌ: پىتىر نان؛ خام، چالا پىشقان.

رَأْيٌ فَطِيرٌ: پىشمىغان پىكىر.

فَطِيرُ الشَّبَارِقِ: گۆشنان.

خُبْزٌ فَطِيرٌ: يېڭى بولكا.

فَطِيرَةٌ ج فَطَائِرُ: ھەمەك نان، كاكچا نان، قوتۇرماچ.

فَطِيسٌ ج فَطَائِسُ: بوغۇپ ئۆلتۈرۈلگەن، تۇنجۇقۇپ ئۆلگەن.

فَطِيمٌ ج فُطُمٌ: ئەمچەكتىن ئايرىلغان، ئىشتىن توختىغان.

فَطِينٌ ج فُطَنَاءُ: زېرەك، ھوشيار، ئۆتكۈر.

فَظَائِعُ: قورقۇنچلۇق ئىشلار.

فَظَاظَةٌ: قوپاللىق، توڭلۇق.

«كَرِهَهُ النَّاسُ لِفَظَاظَتِهِ»: ئۇنىڭ قوپاللىقىدىن ئۇنى كىشىلەر ياقتۇرمايدۇ.

فَظَاعَةٌ ج فَظَائِعُ: قورقۇنچلۇق، ۋەھىمىلىك.

«تَحَدَّثَتِ الصُّحُفُ عَنْ فَظَاعَةِ تِلْكَ الْجَرِيْمَةِ»: بۇ گېزىتلەر بۇ جىنايەتنىڭ قورقۇنچلۇق ئىكەنلىكى ئۈستىدە توختالدى.

يَا لَلْفَظَاعَةِ!: نېمىدېگەن دەھشەتلىك، نېمىدېگەن قورقۇنچلۇق.

فَظَائِعُ الْحَرْبِ: ئۇرۇش ۋەھىمىسى.

فَظَّ يَفَظُّ فَظَظًا وَ فِظَاظًا وَ فَظَاظَةً الرَّجُلُ: كىشى قوپال بولدى، توڭ بولدى، يىرىك بولدى.

«لَقَدْ فَظَظْتَ عَلَيْهِ دُوْنَ وَجْهِ حَقٍّ»: ئۇنىڭغا ئورۇنسىز قوپاللىق قىلدىڭ.

فَظٌّ: دېڭىز يىلى.

فَظٌّ ج أَفْظَاظٌ: قوپال، توڭ، ئەدەپسىز.

﴿وَلَوْ كُنْتَ فَظًّا غَلِيْظَ الْقَلْبِ لاَنْفَضُّوا مِنْ حَوْلِكَ﴾ ‹قرآن›: ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى.

فَظَّعَ يُفَظِّعُ تَفْظِيْعًا الشَّيْءَ: قورقۇنچلۇق قىلىۋەتتى، دەھشەتلىك قىلىۋەتتى.

فَظِعَ يَفْظَعُ فَظَعًا بِالأَمْرِ: قورقۇنچلۇق دەپ بىلدى.

فَطِعَ الإِنَاءُ: قاچا تولدى.

فَظَعَ يَفْظُعُ فَظَاعَةً الأَمْرُ: ئىش قورقۇنچلۇق بولدى، دەھشەتلىك بولدى.

«مَا كُنْتُ أَظُنُّ أَنَّ هَذِهِ الْحَرْبَ سَتَفْظُعُ إِلَي هَذَا الْحَدِّ»: بۇ ئۇرۇشنىڭ بۇ دەرىجىدە قورقۇنچلۇق بولىدىغانلىقىنى ئويلىماپتىمەن.

فَظِعٌ: قورقۇنچلۇق، ۋەھشىيلىك، قاباھەتلىك.

فَظِيعٌ ج فُظَعَاءُ: قورقۇنچلۇق، ۋەھشىيلىك، قاباھەتلىك.

عَمَلٌ فَظِيعٌ: ۋەھشىيانە ھەرىكەت.

جَرِيمَةٌ فَظِيعَةٌ: كىشىنى چۆچۈتىدىغان جىنايەت.

فَعَالٌ: ياخشىلىق.

«أَشْكُرُكَ عَلَى حُسْنِ فَعَالِكَ»: سىزنىڭ ياخشىلىقىڭىزغا تەشەككۈر ئېيتىمەن.

فِعَالٌ ج فُعُلٌ: ساپ، ساپاق.

فَعَصَ يَفْعَصُ فَعْصًا: يانجىۋەتتى، مىجىۋەتتى.

فَعَّالٌ: تەسىرلىك، كۈچلۈك، ئۈنۈمدار.

الْفَعَّالُ: ئاللاھتائالانىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، خالىغىنىنى قىلغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە.

﴿إِنَّ رَبَّكَ فَعَّالٌ لِمَا يُرِيدُ﴾ «قۇرئان»: پەرۋەردىگارىڭ ئەلۋەتتە خالىغىنىنى قىلغۇچىدۇر.

فَعَّالِيَّةٌ ج فَعَّالِيَّاتٌ: تېتىكلىك، روھلۇق، ئۈنۈمدارلىق.

فَعَّالِيَّةُ الشَّبَابِ: ياشلارنىڭ روھلۇقلۇقى.

فَعَّالِيَّةُ هَذَا الدَّوَاءِ: بۇ دورىنىڭ ئۈنۈمدارلىقى.

فَعَّلَ يُفَعِّلُ تَفْعِيلًا الشَّيْءَ: نەرسىنى قىلدۇردى.

فَعَّمَ يُفَعِّمُ تَفْعِيمًا الإِنَاءَ: قاچىنى تولدۇردى.

فَعَلَ يَفْعَلُ فِعْلًا الرَّجُلُ: ئىشلىدى، ئەمەل قىلدى، بېجىردى.

فَعَلَ بِهِ: باشقۇردى؛ ھەل قىلدى.

﴿إِنَّ اللهَ يَفْعَلُ مَا يُرِيدُ﴾ «قۇرئان»: ھەقىقەتەن ئاللاھ خالىغىنىنى قىلىدۇ.

فِعْلٌ ج أَفْعَالٌ وَ فِعَالٌ جج أَفَاعِيلُ: ئىش، ھەرىكەت، ئەمەل؛ رول؛ تەسىر؛ نەتىجە؛ پېئىل.

قَوْلٌ وَ فِعْلٌ: سۆز ۋە ھەرىكەت.

بِفِعْلِ الْحَرَارَةِ: (يۇقىرى) تېمپېراتۇرىنىڭ تەسىرى بىلەن.

﴿وَأَوْحَيْنَا إِلَيْهِمْ فِعْلَ الْخَيْرَاتِ﴾ «قۇرئان»: ئۇلارغا بىز ياخشى ئىشلارنى قىلىشنى ... ۋەھيى قىلدۇق.

فِعْلٌ لَازِمٌ: ئۆتۈمسىز پېئىل.

فِعْلٌ مُتَعَدٍّ: ئۆتۈملۈك پېئىل.

فِعْلٌ مَعْلُومٌ: مەلۇملۇق پېئىل، ئىگىلىك پېئىل.

فِعْلٌ مَجْهُولٌ: مەجھۇل پېئىل، ئىگىسىز پېئىل.

فِعْلٌ مُسَاعِدٌ: ياردەمچى پېئىل.

فِعْلٌ نَاقِصٌ: تولۇقسىز پېئىل.

فِعْلٌ شَاذٌّ: قائىدىسىز پېئىل.

فِعْلٌ قِيَاسِيٌّ: قائىدىلىك پېئىل.

فِعْلًا. بِالْفِعْلِ: ئەمەلىيەتتە.

«أَصْبَحَ الْمَعْدَنُ سَائِلًا بِفِعْلِ الْحَرَارَةِ الشَّدِيدَةِ»: مېتال يۇقىرى تېمپېراتۇرىنىڭ تەسىرى بىلەن سۇيۇقلۇققا ئايلاندى.

«حَدَثَ هَذَا فِعْلًا»: بۇ راستىنلا يۈز بەردى.

فَعْلَةٌ ج فَعَلَاتٌ: (يامان ئىشنى) بىر قېتىملا قىلماق، قىلمىش، ھەرىكەت.

﴿وَفَعَلْتَ فَعْلَتَكَ الَّتِي فَعَلْتَ وَ أَنْتَ مِنَ الْكَافِرِينَ﴾ «قۇرئان»: سەن ھېلىقى قىلغان ئىشىڭنى قىلمىدىڭمۇ؟ (يەنى، قىبتىنى ئۆلتۈرمىدىڭمۇ؟) سەن تۇزكورلاردىنسەن.

فِعْلِيٌّ: ئەمەلىي، رېئال؛ پېئىلدىن كېلىپ چىققان، ھەقىقىي.

«سَاهَمَ مُسَاهَمَةً فِعْلِيَّةً فِي نَجَاحِ الْمَشْرُوعِ»: پىلاننىڭ

مۇۋەپپەقىيەتلىك بولۇشىدا ئەمەلىي ھەسسە قوشتى.

فَقَمَ يَفْقَمُ فَقْمًا الْإِنَاءَ: قاچىنى تولدۇردى.

فَقَمَ غَيْرَهُ: ئۇنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈردى، غەزىپىنى تاشتۇردى.

فَقُمَ يَفْقُمُ فَقَامَةً وَ فُقُومَةً الْإِنَاءُ: قاچا توشۇپ كەتتى.

فَقَمَ الْحَوْضُ بِالْمَاءِ: كۆل سۇغا توشۇپ كەتتى.

فَقِمَ يَفْقَمُ فَقْمًا الرَّجُلَ: كىشىنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈردى.

فَقَا يَفْقُو فَقْوًا الشَّجَرَ: دەرەخ چېچەكلىدى.

فَقَا الشَّيْءُ: تارالدى.

فَقَا الزَّرْعُ: زىرائەت قۇرۇدى.

فَقَرَ يَفْقِرُ فَقْرًا فَاهُ: ئېغىزىنى ئاچتى، ئەسنىدى.

فَقَرَ الْفَمُ: ئېغىز ئېچىلدى.

«فَقَرَ فَمَهُ مِنَ الدَّهْشَةِ»: ئېگىرقاپ ئېغىزىنى ئېچىپلا قالدى.

فُقْرَةٌ ج فُقَرٌ: جىلغا ئېغىزى.

فَغَّ يَفَغُّ فَغًّا وَ فَغَّةً الطِّيبُ: خۇش پۇراق تارقالدى.

فَغْفُورٌ: تەگرىقۇت، پادىشاھ (جۇڭگو خاقانلىرىنىڭ لەقىمى).

فَغْفُورُ الصِّينِ: جۇڭگو خاقانى.

فَغْفُورِيٌّ: فارفور قاچا-قۇچا.

فَغَمَ يَفْغَمُ فَغْمًا وَ فُغُومًا النَّوْرُ: گۈل ئېچىلدى.

فَغَمَ الطِّيبُ أَنْفَهُ: بۇرنىغا خۇش پۇراق پۇرىدى.

فَغَمَ غَيْرَهُ: سۆيدى، بوسە قىلدى.

فَغَمَ الْجَدْيُ أُمَّهُ: ئوغلاق ئانىسىنى ئەمدى.

«فَغَمَتْنِي رَائِحَةُ الطَّعَامِ الشَّهِيِّ»: مەززىلىك تاماقنىڭ پۇرىقى بۇرنۇمغا ئۇرۇلدى.

فَغْوٌ: خىنىگۈل.

فَغْوَةٌ ج فِغَاءٌ: خېنە چېچىكى؛ خۇش پۇراق، مەززىلىك.

فَقَا يَفْقُو فَقْوًا أَثَرَهُ: ئۇنىڭ ئىزىغا چۈشتى، ئىزىدىن ماڭدى، ئەگەشتى.

فَقَاحَةٌ: ئالىقان.

فُقَاحِيٌّ: چېچەكلىگەن، چېچەك رەڭ.

فَقَارَةٌ ج فَقَارَاتٌ وَ فَقَارٌ: ئومۇرتقا، بوغۇم.

فَقَارِيٌّ: ئومۇرتقىلىق.

السِّلْسِلَةُ الْفَقَارِيَّةُ: ئومۇرتقا سۆڭىكى.

فَقَارِيَّاتٌ: ئومۇرتقىلىقلار.

فَقَأَ يَفْقَأُ فَقْأً: (يارىنى) ياردى، ئوپېراتسىيە قىلدى.

فَقَأَ الْعَيْنَ: كۆزنى قۇيۇۋەتتى.

فَقْأٌ ج فُقُوءٌ: ئورەك.

فُقَأَةٌ: سۈزۈك بۇلۇت.

فُقْأَةٌ: بالا ھەمراھى؛ باش سۇيى.

فَقَحَ يَفْقَحُ فَقْحًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ياردى.

فَقَّحَ النَّبَاتُ: ئوت-چۆپ چېچەكلىدى.

فُقْحَةٌ ج فِقَاحٌ: ئالىقان، چېچەك.

فُقْحَةٌ مِنَ النَّبْتِ: ئۆسۈملۈك چېچىكى.

فَقَدَ يَفْقِدُ فَقْدًا وَ فِقْدَانًا وَ فُقُودًا الشَّيْءَ: نەرسىنى يوقاتتى، يوقىتىپ قويدى، مەھرۇم بولدى.

فَقَدَ الْمَالَ: مالنى زىيان تارتتى.

﴿قَالُوا نَفْقِدُ صُوَاعَ الْمَلِكِ﴾ «قۇرئان»: ئۇلار: «پادىشاھنىڭ (تامغىسى بېسىلغان) قەدەھنى يوقىتىپ قويدۇق»، دېدى.

فَقَدَ أَعْصَابَهُ: نېرۋىسى چېچىلدى، ئاچچىقلاندى.

فَقَدَ حَيَاتَهُ: ئۆلدى، ۋاپات بولدى.

فَقَدَ ذَاكِرَتَهُ: خاتىرىسىنى يوقاتتى.

فَقْدٌ فِقْدَانٌ: يوقاتماق، يىتتۈرۈپ قويماق (بالا-چاقىنىڭ ۋاپات بولۇشى).

فَقَرَ يَفْقِرُ فَقْرًا الْأَرْضَ: يەرنى كولىدى، بۇرغىلىدى.

فَقَرَ الْخَرَزَ: مارجانغا تۆشۈك ئاچتى.

فَقَرَ الشَّيْءَ: چېقىۋەتتى، ئوشتۇدى.

فَقَرَتْهُ الدَّاهِيَةُ: ئۇنىڭغا بالايىئاپەت كەلدى.

فَقُرَ يَفْقُرُ فَقَارَةً الرَّجُلُ: كىشى نامراتلىشىپ قالدى، يېقىرلىشىپ قالدى.

«تَعَلَّقَ بِالْقِمَارِ فَفَقُرَ»: قىمارغا بېرىلىپ كېتىپ، كەمبەغەللىشىپ كەتتى.

فَقِرَ يَفْقَرُ فَقَرًا الرَّجُلُ: ئومۇرتقىسى ئاغرىدى.

فَقْرٌ: يېقىرلىق، كەمبەغەللىك.

فَقْرُ الدَّمِ: قان ئازلىق.

﴿الشَّيْطَانُ يَعِدُكُمُ الْفَقْرَ﴾ «قرآن»: شەيتان سىلەرنى يېقىرلىقتىن قورقىتىدۇ.

«دَفَعَهُ الْفَقْرُ إِلَى الْهِجْرَةِ مِنْ وَطَنِهِ»: كەمبەغەللىك ئۇنى يۇرتىدىن چىقىپ كېتىشكە مەجبۇرلىدى.

فَقْرَةٌ ج فِقَرٌ: ئومۇرتقا، بوغۇم.

فِقْرَةٌ ج فِقَرٌ وَ فِقْرَاتٌ: ئابزاس، بۆلەك (ماقالىنىڭ)؛ ئومۇرتقا.

«كَادَ الْجَنَانُ يَذُوبُ مِنْ فَقَرَاتِهِ لَوْ أَنَّ وَزْنَ الشِّعْرِ فِيهِ نِقَابُ»: گەرچە بۇ شېئىرلارنىڭ ۋەزنلىرى نىقاب بولۇپ تۇرسىمۇ، ئابزاسلىرىدىن تەسىرلىنىپ، قەلبىم ئېرىپ كېتەيلا دەپ قالدى.

«فِي هَذِهِ الْمَقَالَةِ تِسْعُ فِقْرَاتٍ»: بۇ ماقالىدە توققۇز ئابزاس بار.

«أَهَمّ فِقْرَتَيْنِ فِي الْمَقَالِ الَّذِي قَرَأْتُهُ هُمَا الْأَوَّلُ وَالْأَخِيرَةُ»: مەن ئوقۇغان بۇ ماقالىدىكى مۇھىم ئابزاس بىرىنچى ۋە ئاخىرقى ئابزاستۇر.

«تُنَصّ الْفِقْرَةُ الْخَامِسَةُ مِنَ الدُّسْتُورِ عَلَى كَذَا»: ئاساسىي قانۇننىڭ 5 ـ ماددىسى شۇنى كۆرسىتىدۇ.

فَقَرَةٌ ج فَقَرَاتٌ: ئومۇرتقا.

فِقْرِيٌّ: ئومۇرتقىلىق.

غَيْرُ فِقْرِيّ: ئومۇرتقىسىز.

عَمُودٌ فِقْرِيٌّ: ئومۇرتقا سۆڭىكى.

الْحَيَوَانُ الْفِقْرِيَّةُ: ئومۇرتقىلىق هايۋانلار.

اللَّافِقْرِيَّاتُ: ئومۇرتقىسىز هايۋانلار.

فَقَسَ يَفْقَسُ فَقْسًا الْبَيْضَةَ: تۇخۇمنى چاقتى.

فَقَسَ الطَّائِرُ بَيْضَتَهُ: قۇش چۈجە چىقىرىش ئۈچۈن تۇخۇمنى چاقتى.

فَقَسَ الْحِيلَةَ: هىيلىنى ئاشكارىلىدى، بايقىۋالدى.

فَقْسٌ: چاقماق، يارماق، سۇندۇرماق.

فَقَشَ يَفْقُشُ فَقْشًا الْبَيْضَةَ: تۇخۇمنى چاقتى، سۇندۇردى.

فَقَطْ: پەقەت، مۇشۇلا، يالغۇز.

فَقَعَ يَفْقَعُ فَقْعًا وَ فُقُوعًا لَوْنُهُ: ئۇنىڭ رەڭگى سارغىيىپ كەتتى، ساپسېرىق بولۇپ كەتتى.

فَقِعَ الرَّجُلُ: كىشى ئىسسىقتىن ئۆلۈپ قالدى؛ قايغۇ ـ ھەسرەتتىن ئۆلدى.

فَقْعٌ / فِقْعٌ ج فُقُوعٌ وَ أَفْقُعٌ وَ فِقَعَةٌ: موگۇ، زەمبۇرۇغ.

فَقْعَقَ يُفَقْعِقُ فَقْعَقَةً الرَّجُلُ: كىشى يوقسۇل بولۇپ قالدى، هاجەتمەن بولۇپ قالدى.

فَقْعَقَ فِي كَلَامِهِ: سۆزنى كۆپتۈرۈپ ئېيتتى، بىمەنە سۆزلىدى.

فَقْعَقَ الْمَاءُ: سۇ ئاۋاز چىقىرىپ تامچىلىدى.

فَقَّ يَفُقّ فَقًّا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئاچتى.

فَقَّ يَفِقّ فَقًّا الشَّيْءُ: نەرسە ئېچىلدى.

فُقَّاعٌ: پىۋا.

فُقَّاعَةٌ ج فَقَاقِيعُ: قاپارتقۇ، كۆپۈك؛ ماغزاپ.

فُقَّاعِيٌّ: پىۋا ساتقۇچى.

فَقَّأَ يُفَقِّئُ تَفْقِئَةً الدَّمَّلَ: يارىنى كەستى، ئوپېراتسىيە قىلدى.

فَقَّرَ يُفَقِّرُ تَفْقِيرًا الْخَرَزَ: مارجاننى تۆشۈك ئاچتى.

فَقَّعَ يُفَقِّعُ تَفْقِيعًا الرَّجُلُ: قالايمىقان جۆيلىدى، ئېغىزىغا كەلگەننى دېدى.

فَقَّعَ أَصَابِعَهُ: بارماقلىرىنى قارسىلداتتى.

فَقَّعَ الْأَدِيمَ: تېرىنى سىرىققا بويىدى.

فُقْمَةٌ ج فُقَمٌ: دېڭىز يىلپىزى.

فَقُهَ يَفْقُهُ تَفْقِيْهًا غَيْرَهُ: ئۇنىڭغا بىلدۈردى، چۈشەندۈردى، ئۇنى دىنىي ئالىم قىلدى.

«مَنْ يُرِدِ اللهُ بِهِ خَيْرًا يُفَقِّهْهُ فِي الدِّيْنِ» ‹حەدىث›: ئاللاھ بىركىمگە ياخشىلىقنى ئىرادە قىلسا، ئۇنى دىنىي ئىلىمدە ئالىم قىلىدۇ.

«فَقَّهَهُ أُسْتَاذُهُ اللُّغَةَ وَ عُلُومَ الدِّيْنِ»: ئۇنىڭ ئۇستازى ئۇنىڭغا تىل ۋە دىنىي ئىلىملەرنى ئۆگەتتى.

فُقُوسٌ: تەرخەمەك.

فُقُوسُ الْحَمِيْرِ: ياۋا تەرخەمەك.

فُقُوسَةٌ ج فُقُوسَاتٌ: قوغۇن.

فَقَلَ يَفْقُلُ فَقْلًا الْبَيْدَرَ: خامان سورىدى.

فَقْلٌ: مەھسۇلات، ھوسۇل، كىرىم.

فَقَمَ يَفْقُمُ فَقَامَةً الْأَمْرُ: ئىش چوڭىيىپ كەتتى.

«ثَارَ الْجُنُودُ عَلَى قَائِدِهِمْ بَعْدَ أَنْ فَقَمَتْ مُعَامَلَتُهُ السَّيِّئَةُ لَهُمْ»: قوماندانىنىڭ ئەسكەرلەرگە بولغان يامان مۇئامىلىسى چېكىدىن ئېشىپ كەتكەنلىكتىن ئەسكەرلەر قوزغىلاڭ كۆتۈردى.

فُقْمَةٌ: دېڭىز يىلپىزى.

فَقِهَ يَفْقَهُ فَقْهًا غَيْرَهُ: بىلىمدە ئۇستۈنلۈك قازاندى.

فَقِهَ يَفْقَهُ فِقْهًا وَ فَقَهًا الرَّجُلُ الشَّيْءَ: نەرسىنى بىلدى، چۈشەندى، ئالىم، بولدى، پەقىھ بولدى.

﴿وَاحْلُلْ عُقْدَةً مِنْ لِسَانِي يَفْقَهُوا قَوْلِي﴾ ‹قۇرئان›: تىلىمدىن كېكەچلىكنى كۆتۈرۈۋەتكىن، ئۇلار مېنىڭ سۆزۈمنى چۈشەنسۇن.

لَمْ أَفْقَهْ شَيْئًا مِمَّا قُلْتَهُ: سېنىڭ ئېيتقانلىرىڭدىن ھېچ نەرسىنى چۈشەنمىدىم.

فَقُهَ يَفْقُهُ فَقَاهَةً الرَّجُلُ: شەرىئەت ئەھكاملىرىغا ئالىم بولدى، پۇختا ئىگىلىدى.

فِقْهٌ: چۈشەنمەك، بىلمەك؛ شەرىئەت ئەھكاملىرى توغرىسىدىكى ئىلىم.

فِقْهُ اللُّغَةِ: تىلشۇناسلىق.

فِقْهِيٌّ: قانۇنشۇناسلىق.

فَقِيْدٌ ج فُقَيْدُونَ: يىتىپ كەتكەن، يوقىلىپ كەتكەن.

الْفَقِيْدُ: مەرھۇم، رەھمەتلىك.

فَقِيْدُ الْبِلَادِ: دۆلەت ئۈچۈن يوقىتىش.

مَاتَ غَيْرَ فَقِيْدٍ: ھەسرەتلەنگۈچىسى يوق ئۆلدى.

فَقِيْرٌ ج فُقَرَاءُ م فَقِيْرَةٌ ج فِقَارٌ: كەمبەغەل، نامرات، پېقىر، يوقسۇل، ھاجەتمەن.

﴿إِنَّمَا الصَّدَقَاتُ لِلْفُقَرَاءِ وَالْمَسَاكِيْنِ وَالْعَامِلِيْنَ عَلَيْهَا﴾ ‹قۇرئان›: زاكات پەقەت پېقىرلارغا، مىسكىنلەرگە، زاكات خادىملىرىغا بېرىلىدۇ.

«يَدْخُلُ الْفُقَرَاءُ الْجَنَّةَ قَبْلَ الْأَغْنِيَاءِ بِخَمْسِمِائَةِ عَامٍ» ‹حەدىث›: كەمبەغەللەر بايلاردىن بەش يۈز يىل بۇرۇن جەننەتكە كىرىدۇ.

فَقِيْهٌ ج فُقَهَاءُ: شەرىئەتشۇناس، شەرىئەت ئىلمى مۇتەخەسسىسى، قارىي، قۇرئاننى تەلىم بەرگۈچى.

«كَانَ فَقِيْهًا فِي عُلُومِ الدِّيْنِ»: ئۇ دىنىي ئىلىملەردە ئىختىساس ئىگىسى ئىدى.

«نَأْخُذُ بِآرَاءِ الْفُقَهَاءِ فِي أَحْكَامِ الشَّرِيْعَةِ»: شەرىئەت ئەھكاملىرىدا فىقھشۇناسلارنىڭ پىكرىگە تايىنىمىز.

فِكَاكٌ: ئازاد قىلماق، قۇتقۇزماق.

فِكَاكُ الرَّهْنِ: رەھنىنى قايتۇرۇۋالماق.

فُكَاهَةٌ ج فُكَاهَاتٌ: چاقچاق؛ يۇمۇر، كۈلدۈرگە.

فُكَاهِيٌّ: يۇمۇرلۇق، قىزىقچىلىق.

فَكَّرَ يُفَكِّرُ فِكْرًا الْأَمْرَ: ئويلىدى، مۇلاھىزە قىلدى، پىكىر يۈرگۈزدى، ئەقىل ئىشلەتتى.

فِكْرٌ ج أَفْكَارٌ: ئىدىيە، ئوي، پىكىر.

«لَنْ تُحَلَّ هَذِهِ الْمُشْكِلَةُ بِالْحَمَاسِ الْعَاطِفِيِّ بَلْ بِالْفِكْرِ»: بۇ قىيىن مەسىلە قىزغىن ھېسسىيات بىلەنلا ئەمەس، بەلكى كاللا ئىشلىتىش بىلەن

ھەل بولىدۇ.

«حَضَرَ النَّدْوَةَ رِجَالُ الْفِكْرِ»: يىغىنغا ئەقىلدارلار قاتناشتى.

«سَنَدْرُسُ الْأَفْكَارَ الَّتِي سَمِعْنَاهَا»: ئاڭلىغان پىكىرلەرنى ئويلىشىپ باقىمىز.

فِكْرَةٌ ج فِكَرٌ: ئىدىيە، ئوي-پىكىر.

«هَذِهِ فِكْرَةٌ سَدِيدَةٌ»: بۇ توغرا پىكىر.

فَكْرُونٌ: يىراق شەرق تاشپاقىسى، دەريا تاشپاقىسى.

فِكْرِيٌّ: ئىدىيىنىڭ، پىكىرلىك، پىكىرنىڭ، ئىدىيىۋى.

فِكْرِيًّا: پىكرىي جەھەتتە.

«اللُّغَةُ هِيَ وَاسِطَةُ الْإِتِّصَالِ الْفِكْرِيِّ بَيْنَ الْبَشَرِ»: تىل ئىنسانلار ئارىسىدىكى ئىدىيە ئالماشتۇرۇش ۋاستىسىدۇر.

الْفِكْرِيَّاتُ: ئىدېئولوگىيە.

فَكِعَ يَفْكَعُ فَكْعًا وَ فُكُوعًا الرَّجُلُ: كىشى غەم-قايغۇدىن بېشىنى سىلىپ تۇردى.

فَكَعَ يَفْكَعُ فَكْعًا وَ فُكُوعًا: سەھەردە يولغا چىقتى.

فَكَّ يَفُكُّ فَكًّا الشَّيْءَ: ئايرىۋەتتى، ئاجرىتىۋەتتى، بۆلۈۋەتتى.

«نَوَائِبُ الدَّهْرِ فَكَّتْ كُلَّ أَوْصَالِي وَزَلْزَلَتْ طَوْدَ صَبْرِيَ أَيَّ زِلْزَالِ»: زامان گەردىشلىرى ئۇستىخانلىرىمنى پارە - پارە قىلىۋەتتى، سەۋر تېغىمنى تەۋرىتىۋەتتى.

فَكَّ النُّقُودَ: پۇل پارچىلىدى، پارچە پۇلغا ئالماشتۇردى.

فَكَّ الْعُقْدَةَ: تۈگۈننى يەشتى.

فَكَّ الْخَتْمَ: پېچەتنى ئاچتى، بۇزدى.

فَكَّ طَلَاسِمَ الرُّمُوزِ: شىپىرنى (مەخپىي رەقەمنى) تەرجىمە قىلدى.

فَكَّ اللُّغْزَ: تېپىشماقنى تاپتى.

فَكَّ الْمَسْئَلَةَ: سوئالغا جاۋاب بەردى.

فَكَّ يَدَهُ: قولىنى ئاچتى.

فَكَّ يَفُكُّ فَكًّا وَ فِكَاكًا الْأَسِيرَ: ئەسىرنى قويۇپ بەردى.

فَكَّ الْعَبْدَ: قۇلنى ئازاد قىلدى.

فَكَّ يَفُكُّ فَكًّا وَ فُكُوكًا الرَّهْنَ: رەھىنى ياندۇرۇۋالدى.

فَكَّ الرَّجُلُ: كىشى قېرىپ كەتتى، ئاجىزلاپ كەتتى.

فَكَّ يَفَكُّ فَكًّا وَ فَكَكًا الْمَفْصِلُ: ئۇگىلەر ئاجراپ كەتتى.

فَكٌّ: يەشمەك.

فَكَّ الرَّقَبَةِ: قۇل ئازاد قىلماق.

﴿وَمَا أَدْرَاكَ مَا الْعَقَبَةُ فَكُّ رَقَبَةٍ﴾ «قرآن»: داۋان ئېشىشنىڭ نېمىلىكىنى قانداق بىلەتتىڭ؟ (داۋان ئېشىش دېگەن) قۇل ئازاد قىلماقتۇر.

فَكٌّ ج فُكُوكٌ: تاڭلاي سۆڭىكى؛ چىش مىلىكى.

الْفَكُّ السُّفْلَى: ئاستىن تاڭلاي.

الْفَكُّ الْعُلْوِيّ: ئۈستۈن تاڭلاي.

فَكَّةٌ: پارچە پۇل.

لَيْسَ عِنْدِيْ فَكَّةٌ: يېنىمدا پارچە پۇل يوق.

فَكَّرَ يُفَكِّرُ تَفْكِيرًا فِي الْعَمَلِ: ئويلاندى، تەپەككۇر قىلدى، پىكىر يۈرگۈزدى، ئەقىل ئىشلەتتى.

«فَكَّرْتُ كَثِيرًا فِي هَذِهِ الْمُشْكِلَةِ وَ قَدْ تَوَصَّلْتُ إِلَى حَلٍّ مُرْضٍ»: بۇ قىيىن مەسىلە ئۈستىدە كۆپ ئويلىنىپ، ئاخىر كۆڭۈلدىكىدەك ھەل قىلدىم.

﴿إِنَّهُ فَكَّرَ وَ قَدَّرَ﴾ «قرآن»: ئۇ (پەيغەمبەر ۋە قۇرئان ھەققىدە) ئويلاندى. (قۇرئان توغرۇلۇق نېمە دېيىشنى ۋە قانداق بوھتان قىلىشنى) پىلانلىدى.

«إِنْتَبِهْ جَيِّدًا لِعَمَلِكَ وَلَا تُفَكِّرْ بِشُؤُونِ أُسْرَتِكَ طِوَالَ الْوَقْتِ»: ھەممە ئائىلە ئىشلىرىڭنى

ئويلاۋەرمەي، خاتىرجەم خىزمەت قىلغىن.

دَعْنِي أُفَكِّرْ: توختاپ تۇر، ئويلىنىۋالاي.

فَكَّكَ يُفَكِّكُ تَفْكِيكًا الشَّيْءَ: ئاجراتتى، پارچىلىدى، ئاچتى، يەشتى.

فَكَّكَ كُتْلَتَهُمْ: ئۇلارنىڭ گۇرۇھىنى تارقىتىۋەتتى.

«فَكَّكَ جَمِيعَ أَجْزَاءِ الْآلَةِ»: ساپمانىنىڭ پۈتۈن زاپچاسلىرىنى چۇۋۇدى.

فَكَّهَ يُفَكِّهُ تَفْكِيهًا: قىزىق گەپلەر بىلەن خۇشال قىلدى.

فَكَّهَ الرَّجُلَ: كىشىگە مېۋە يېگۈزدى، كىشىنى جانلاندۇردى.

فِكِّيرٌ: چوڭقۇر پىكىرلىك؛ خىيالچان.

فَكِهَ يَفْكَهُ فَكَهًا وَ فَكَاهَةً الرَّجُلُ: كىشى خۇشال بولدى، شادلاندى.

فَكِهَ مِنْهُ: ئۇنىڭدىن ھەيران قالدى، ئەجەبلەندى.

فَكِهَ لِلشَّيْءِ: زوقلاندۇردى، ھەيران قالدۇردى، مەپتۇن قىلدى.

فَكِهٌ ج فَكِهُونَ م فَكِهَةٌ ج فَكِهَاتٌ: خۇشال، شاد ـ خۇرام، خۇرسەن.

﴿وَإِذَا انْقَلَبُوا إِلَى أَهْلِهِمُ انْقَلَبُوا فَكِهِينَ﴾ «قرآن»: ئۆيلىرىگە قايتقاندا (مۆمىنلەرنىڭ غەيۋىتىنى قىلىپ) مەززە قىلغان ھالدا قايتىشاتتى.

فُكَيْهَةٌ: چاقچاق، قىزىقچىلىق.

فَلَا يَفْلُو فَلْوًا وَ فَلَاءً فُلَانٌ: پالانى سەپەر قىلدى.

فَلَا يَفْلُو فَلْوًا وَ فِلَاءً بِالسَّيْفِ رَأْسَهُ: ئۇنىڭ كاللىسىنى ئالدى.

فَلَا الصَّبِيَّ: كىچىك بالىنى تەربىيىلىدى.

فَلَا الرَّضِيعَ: بوۋاقنى ئەمچەكتىن ئايرىدى.

فَلَا الْقَوْمَ: قوۋمنىڭ ئارىسىغا كىردى.

فَلَاةٌ ج فَلَوَاتٌ وَ فِلِيٌّ و فَلًا جج أَفْلَاءٌ: جاڭگال، باياۋان، دالا، چۆل ـ جەزىرە.

فِي الْفَلَاةِ: كەڭ ئوچۇقچىلىقتا.

فَلَاحٌ: مۇۋەپپەقىيەت، ئۇتۇق، نىجاتلىق.

«أَرْجُو لَكَ الْفَلَاحَ»: ساڭا مۇۋەپپەقىيەت تىلەيمەن.

«حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ»: نىجاتلىققا كېلىڭلار (جەننەتكە كىرىشكە ئالدىراڭلار).

فَلَاحَةٌ / فِلَاحَةٌ: دېھقانچىلىق، تېرىقچىلىق.

فَلَاحَةُ بَسَاتِينَ: باغۋەنچىلىك.

وِزَارَةُ الْفَلَاحَةِ: دېھقانچىلىق مىنىستىرلىقى.

«تَهْتَمُّ الدَّوْلَةُ بِالصِّنَاعَةِ وَ الْفَلَاحَةِ»: دۆلەت سانائەتكە ۋە يېزا ئىگىلىكىگە كۆڭۈل بۆلىدۇ.

فُلَانٌ م فُلَانَةٌ: پالانى، پوكۇنى، مەلۇم ئادەم.

﴿لَيْتَنِي لَمْ أَتَّخِذْ فُلَانًا خَلِيلًا﴾ «قرآن»: ئىسىت! پالانىنى دوست تۇتمىغان بولسامچۇ؟

فُلَانِيٌّ م فُلَانِيَّةٌ: مۇئەييەن بولمىغان نەرسىدىن كىنايە.

فِي الْمَكَانِ الْفُلَانِيِّ: پالانى جايدا.

فِي السَّاعَةِ الْفُلَانِيَّةِ: پالانى سائەتتە.

فَلَتَ يَفْلِتُ فَلْتًا الْأَسِيرُ: ئەسىر قۇتۇلدى.

فَلَتَ السَّجِينَ: مەھبۇسنى قويۇۋەتتى، بوشىتىۋەتتى.

«فَلَتَ الْحِصَانُ مِنْ مِرْبَطِهِ»: ئايغىر باغلاقتىن بوشىنىپ كەتتى، بىكار بولۇپ كەتتى.

فَلَتٌ: قۇتۇلماق، خالاس بولماق.

فَلَتَانٌ ج فِلْتَانٌ: تېز، ئىتتىك، ئۇچقۇر.

فَرَسٌ فَلَتَانٌ: يۈگۈرۈك ئات.

رَجُلٌ فَلَتَانٌ: زومىگەر، لۈكچەك، مۇتتەھەم.

فَلْتَةٌ ج فَلَتَاتٌ: سەۋەنلىك، خاتالىق.

فَلْتَةُ قَلَمٍ: قەلەم سەۋەنلىكى.

فَلْتَةُ لِسَانٍ: ئېغىز خاتالىقى.

«مَا قَالَهُ كَانَ فَلْتَةَ لِسَانٍ»: ئۇنىڭ دېگەنلىرى ئېغىز خاتالىقى.

فَلْتَةً: تاساددىپىي، ئۇشتۇمتۇت.

فَلَجَ يَفْلِجُ فَلْجًا وَ فُلُوجًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئوتتۇرىدىن

ياردى، ئايرىدى، بۆلدى.

فَلَجَ الْأَرْضَ: يەرنى ئاغدۇردى.

فَلَجَ بِحَاجَتِهِ: مەقسىتىگە يەتتى.

فَلَجَ بِحُجَّتِهِ: دەلىللىدى، ئىسپاتلىدى.

فَلِجَ يَفْلَجُ فَلَجًا وَ فَلَجَةً الرَّجُلُ: پالەچ بولۇپ قالدى.

«انْهَارَتِ الْمُؤَسَّسَةُ عِنْدَمَا فُلِجَ مُدِيرُهَا»: شىركەت مۇدىرى پالەچ بولۇپ قالغاندىن كېيىن، شىركەت يىمىرىلدى.

فَلْجَاءُ: كۈماك.

فَلَجَ يَفْلَجُ فَلَاحًا الرَّجُلُ: غەلىبە قىلدى، مۇۋەپپەقىيەت قازاندى، نىجات تاپتى.

«بَذَلَ جُهْدًا كَبِيرًا وَ لَكِنَّهُ لَمْ يَفْلَجْ»: زور تىرىشچانلىق كۆرسەتكەن بولسىمۇ مەقسىتىگە يېتەلمىدى.

فَلَجَ يَفْلَجُ فَلْجًا الشَّيْءَ: ياردى، پارچىلىدى.

فَلَجَ الْأَرْضَ: يەر ئاغدۇردى.

«الْمُزَارِعُ يَفْلَجُ الْأَرْضَ»: دېھقان يەر ئاغدۇرماقتا.

فَلْجٌ: مۇۋەپپەقىيەت، غەلىبە؛ پۇچۇق.

فَلْجٌ ج فُلُوجٌ: يېرىق.

فَلْجَةٌ: پۇچۇق.

فَلَحَ يَفْلَحُ فَلْحًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ياردى، پارچىلىدى.

فَلَحَ الْأَمْرَ: ئىشنى ئاشكارىلىدى، ئوچۇق قىلدى.

فَلَذَ يَفْلِذُ فَلْذًا الشَّيْءَ: نەرسىنى كەستى، ئۈزۈۋەتتى.

«فَلَذَ لَهُ مِنْ مَالِهِ شَيْئًا»: مال-مۈلكىدىن بىر قىسمىنى بەردى.

فِلْذَةٌ ج فِلَذٌ وَ أَفْلَاذٌ: پارە، پارچە، بىر ئۇلۇش، نىسىۋە.

فِلْذَةُ كَبِدٍ: جىگەر پارە؛ ئەتىۋارلىق نەرسە، يۈرەك پارە.

أَفْلَاذُ الْأَرْضِ: يەر ئاستى بايلىقلىرى.

فِلِزٌّ. فُلُزٌّ: مىنېرال.

فَلِسَ يَفْلَسُ فَلَسًا مِنَ الشَّيْءِ: نەرسىدىن ئايرىلىپ قالدى.

فَلْسٌ ج فُلُوسٌ وَ أَفْلُسٌ: مىس پۇل، داچەن پۇل، ياماق پۇل.

فُلُوسُ السَّمَكِ: بېلىق قاسىرىقى، بېلىق تەڭگىچىسى.

فَلَّسَ: مەغلۇپ بولماق، ۋەيران بولماق.

فِلْسٌ ج فُلُوسٌ: قەدىمكى پۇلنىڭ نامى بولۇپ، ھازىرقى مىسىر پۇلنىڭ يېرىم پۇڭگىغا تەڭ، ئىراق دىنارىنىڭ مىڭدىن بىرىگە تەڭ.

فِلَسْطِين: پەلەستىن.

مُنَظَّمَةُ تَحْرِيرِ فِلَسْطِين: پەلەستىن ئازادلىق تەشكىلاتى.

فِلَسْطِينِيٌّ: پەلەستىنلىك.

الْقَضِيَّةُ الْفِلَسْطِينِيَّةُ: پەلەستىن مەسىلىسى.

فَلْسَفَ يُفَلْسِفُ فَلْسَفَةً الشَّيْءَ: پەلسەپىۋى چۈشەندۈردى، پەلسەپىۋى ئىزاھلىدى.

فَلْسَفَةٌ: ھېكمەت، دانالىق، پەلسەپە.

الْفَلْسَفَةُ الْجَبَرِيَّةُ: تەقدىرچىلىك، خاتالىزم.

فَلْسَفَةٌ مَدْرَسِيَّةٌ: مەدرىسە پەلسەپىسى.

حَجَرُ الْفَلْسَفَةِ: پەلسەپىدىكى توقۇناق مەسىلەر.

فَلْسَفَةُ الذَّرَائِعِ: پراگماتىزم (ھازىرقى زامان بۇرژۇئا پەلسەپىسىدىكى سۇبيېكتىپ ئىدىئالىستىك ئېقىم)، سۇبيېكتىپالچىلىق.

فَلْسَفَةُ الْمَدْرَسَةِ: سخولاستىكا.

فَلْسَفَةٌ وَضْعِيَّةٌ: پوزىتىۋىزم، دەلىلچىلىك.

فَلْسَفَةٌ أَدَبِيَّةٌ: ئېتىكا، ئەدەبىي پەلسەپە، ئەدەپ-ئەخلاق توغرىسىدىكى تەلىمات.

فَلْسَفَةٌ طَبِيعِيَّةٌ: فىزىكىشۇناسلىق.

فَلْسَفَةُ الْحَيَاةِ: ھايات پەلسەپىسى، كىشىلىك تۇرمۇش پەلسەپىسى.

فَلْسَفِيٌّ: پەلسەپىلىك، پەلسەپىۋى.

الْمَذْهَبُ الْفَلْسَفِيّ: پەلسەپىۋى تەلىمات.

فَلَطَ يَفْلِطُ فَلْطًا عَنِ الشَّيْءِ: قورقۇپ كەتتى، ھالاك ـ تاڭ قالدى.

فَلَطٌ: تۇيۇقسىز، تاسادىپىي.

فُلْطٌ ج فُلَطَاةٌ وَ أَفْلَاطٌ: تۇك كۈچى، تۇك بىسمى.

فِلْطَاحٌ ج فَلَاطِحُ: ياپىلاق، يېيىلغان.

فَلْطَحَ يُفَلْطِحُ فَلْطَحَةً الْقُرْصَ: توقاچنى ياپىلاقلىدى، گىردىنى ئاچتى، چوڭايتتى.

فَلَعَ يَفْلَعُ فَلْعًا الشَّيْءَ: ياردى، پارچىلىدى.

فَلَعَ الْأَمْرَ: مەسىلىنى ئىزاھلىدى، چۈشەندۈردى.

«فَلَعَ رَأْسَهُ بِالسَّيْفِ»: ئۇنىڭ كاللىسىنى ئالدى.

فَلْعٌ / فِلْعٌ ج فُلُوعٌ: چاك، يېرىق.

فَلْفَلَ يُفَلْفِلُ فَلْفَلَةً الطَّعَامَ: تاماققا قارىمۇچ سالدى.

فَلْفَلَ فَاهُ: ئېغىزىنى مىسۋاك بىلەن تازىلىدى.

فُلْفُلٌ / فِلْفِلٌ: مۇچ؛ قارىمۇچ.

فُلْفُلٌ أَحْمَرُ: قىزىلمۇچ (لازا).

فُلْفُلِيٌّ: لازىدەك؛ قارىمۇچىنىڭ.

فَلَقَ يَفْلِقُ فَلْقًا الشَّيْءَ: ياردى، پارچىلىدى، بۆلدى.

فَلَقَ الصُّدَاعُ رَأْسَهَا: بېشى يېرىلىپ كەتكۈدەك قاتتىق ئاغرىدى.

فَلَقَ اللهُ الصُّبْحَ: ئاللاھ تاڭنى يورۇتتى.

فَلْقٌ ج فُلُوقٌ: چاك، يېرىق، يوچۇق.

رَجُلٌ ذِي الْفَلْقِ: قامەتلىك ئادەم.

«فِي الْبَابِ عِدَّةُ فُلُوقٍ»: ئىشىكتە بىرقانچە يوچۇق بار.

فَلَقٌ ج فُلْقَانٌ: سۇبھى، تاڭ سەھەر.

﴿قُلْ أَعُوذُ بِرَبِّ الْفَلَقِ مِنْ شَرِّ مَا خَلَقَ﴾ «قۇرئان»: مەخلۇقاتنىڭ شەررىدىن «سۇبھىنىڭ پەرۋەردىگارى (ئاللاھ)غا سېغىنىپ، پاناھ تىلەيمەن»، دېگىن.

فِلْقٌ ج فُلُوقٌ: نەرسىنىڭ يېرىمى، تەڭ يېرىمى.

فَلَقَ التُّفَّاحَةَ فِلْقَيْنِ: ئالمىنى ئىككىگە بۆلدى.

فِلْقَةٌ ج فِلَقٌ: پارچە، پارە، يېرىم، تەڭ يېرىم.

«نَحْتَاجُ لِصُنْعِ الصَّنْدُوقِ إِلَى ثَلَاثِ فِلَقٍ أُخْرَى مِنَ الْخَشَبِ»: ساندۇق ياساشقا يەنە ئۈچ پارچە ياغاچ كېرەك.

الْفَلَقَةُ: چانا.

فَلَكٌ ج أَفْلَاكٌ وَ فُلُكٌ وَ فُلْكٌ: پەلەك، ئوربىتا، ئۇق، ئاسمان جىسىملىرى.

عِلْمُ الْفَلَكِ: ئاسترونومىيە.

عُلَمَاءُ الْفَلَكِ: ئاسترونوملار.

«كُلُّ كَوْكَبٍ يَدُورُ فِي فَلَكِهِ»: ھەربىر يۇلتۇز ئۆز ئوقىدا ئايلىنىدۇ.

﴿وَكُلٌّ فِي فَلَكٍ يَسْبَحُونَ﴾ «قۇرئان»: ئۇلارنىڭ ھەربىرى پەلەكتە سەير قىلىدۇ.

فُلْكٌ: پاراخوت، كېمە؛ ئاسمان، ئاسمان جىسىملىرى.

فُلْكُ نُوحٍ: نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ كېمىسى.

﴿أَلَمْ تَرَ أَنَّ الْفُلْكَ تَجْرِي فِي الْبَحْرِ بِنِعْمَةِ اللهِ لِيُرِيَكُمْ مِنْ آيَاتِهِ﴾ «قۇرئان»: كۆرمەمسەنكى، كېمىلەرنىڭ ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى بىلەن دېڭىزدا يۈرۈشى ئاللاھنىڭ سىلەرگە (ئۆز قۇدرىتىنىڭ) بىر قىسىم دەلىللىرىنى كۆرسىتىشى ئۈچۈندۇر.

فِلْكَةٌ: چاق، كىچىك چاق.

فِلْكَةُ الْمِغْزَلِ: يىپ ئىگىرىش چاقى.

فَلَكِيٌّ: ئاسترونومىيىلىك، ئاسترونومىيىگە خاس.

فَلَكِيٌّ ج فَلَكِيَّةٌ وَ فَلَكِيُّونَ: ئاسترونوم، مۇنەججىم.

«دَرَسْتُ شَيْئًا مِنْ عِلْمِ الْفَلَكِ وَ لَكِنِّي لَاأَعْتَبِرُ نَفْسِي فَلَكِيًّا»: ئاسترونومىيىدىن بىرئاز تەتقىق قىلدىم، لېكىن ئۆزۈمنى ئاسترونوم ھېسابلىمايمەن.

فَلَّ يَفُلُّ فَلًّا السَّيْفَ: قىلىچنى يۇچۇلدۇرۇۋەتتى، سۇندۇرۇۋەتتى.

فَلَّ الْقَوْمَ: قوۋمنى مەغلۇپ قىلدى.

فَلَّ غَرْبَهُ: ھەيۋىسىنى سۇندۇردى.

«لَا يَفُلّ الْحَدِيدَ إِلَّا الْحَدِيدُ» ‹مثل›: زەھەرنى پەقەت زەھەر قايتۇرىدۇ.

«فَلّ الْإِسْتِعْمَالُ الطَّوِيلُ السِّكِّينَ»: پىچاقنى ئىشلىتىۋېرىپ بىسى ئۇچۇپ كەتتى.

فَلٌّ ج فُلُولٌ: تىغدىكى يۇچۇق، سۇنۇق، دەز؛ ئۇچۇقۇن؛ سۇنغان، شىكەستە بېرىلگەن.

رَجُلٌ فَلٌّ: يېڭىلگەن ئادەم.

فُلُولُ الْجَيْشِ: مەغلۇپ بولغان قوشۇن.

فُلٌّ / فِلٌّ: يەسمەن.

فَلَّاحٌ ج فَلَّاحُونَ وَ فَلَّاحَةٌ: دېھقان، تېرىقچى؛ يېزىلىق.

فَلَّاحِيٌّ: دېھقانلىق، دېھقانچىلىق.

الْمَسْئَلَةُ الْفَلَّاحِيَّةُ: دېھقانچىلىق مەسىلىسى.

فَلَّاسٌ: پۇل ئالماشتۇرغۇچى، سەرراپ.

فَلَّتَ يُفَلِّتُ تَفْلِيتًا: قۇتقۇزدى، بوشاتتى.

«فَلَّتَ الْإِبِلَ مِنْ عُقُلِهَا»: تۆگىنى چۇشىكىدىن بوشىتىۋەتتى.

فَلَّجَ يُفَلِّجُ تَفْلِيجًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ياردى، بۆلدى.

فَلَّسَ يُفَلِّسُ تَفْلِيسًا الْقَاضِي التَّاجِرَ: سوتچى تىجارەتچىنىڭ ۋەيران بولغانلىقىنى ئېلان قىلدى.

فَلَّصَ يُفَلِّصُ تَفْلِيصًا فُلَانًا: پالاننى قۇتۇلدۇردى.

فَلَّعَ يُفَلِّعُ تَفْلِيعًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ياردى، پارچىلىدى، ئۇۋۇتىۋەتتى.

فَلَّلَ يُفَلِّلُ تَفْلِيلًا السَّيْفَ: قىلىچنى يۇچۇلدۇردى.

فَلَّى يُفَلِّي تَفْلِيَةً ثَوْبَهُ: كىيىمدىكى پىتنى تازىلىدى.

فِلِّيْنٌ ج فِلِّيْنَاتٌ: پوكەت، پوروپكا.

فِلْمٌ ج أَفْلَامٌ: فىلىم، كىنو فىلىمى.

فِلْمٌ فَنِّيٌّ: بەدىئىي فىلىم.

فِلْمٌ أَخْبَارِيٌّ وَثَائِقِيٌّ: ھۆججەتلىك فىلىم.

فِلْمٌ مُلَوَّنٌ: رەڭلىك فىلىم.

الْفِلْمُ الْمُلَوَّنُ الْعَرِيضُ: كەڭ ئېكرانلىق رەڭلىك فىلىم.

فِلْوٌ ج أَفْلَاءٌ وَ فِلَاءٌ: تاي؛ تەخەي.

«لِهَذِهِ الْفَرَسِ فِلْوَانِ»: بۇ ئاتنىڭ ئىككى تايچىقى بار.

فَلُوٌّ ج أَفْلَاءٌ وَ فَلَاوَى: تاي؛ تەخەي.

فَلَى يَفْلِي فَلْيًا رَأْسَهُ أَوْ ثَوْبَهُ: باشتىكى ياكى كىيىمدىكى پىتنى تازىلىدى.

فَلِيَ يَفْلَى فَلًا الشَّيْءُ: نەرسە ئۈزۈلدى.

فُلَيْفِلَةٌ: قىزىلمۇچ.

فُلَيْكَةٌ ج فُلَيْكَاتٌ: قولۋاق.

فُلَيْمٌ: مىكرو فىلىم.

فَمٌ ج أَفْوَاهٌ: ئېغىز.

فَمُ الْوَادِي: ۋادىنىڭ باشلىنىشى.

فَمُ السَّيْفِ: قىلىچنىڭ بىسى.

فَمُ السِّيْجَارَةِ: غاڭزا، مۇشتەك.

فَمُ الشِّيْشَةِ: چىلىم.

فَمُ السَّمَكَةِ: بىر خىل گۈل.

فَمُ الْبُنْدُقِيَّةِ: مىلتىقنىڭ ستوۋولى.

فَمُ التُّرْعَةِ: ئۆستەڭنىڭ باشلىنىش جايى.

«لَيْسَ فِي فَمِهِ سِوَى ثَلَاثِ أَسْنَانٍ»: ئۇنىڭ ئېغىزىدا ئۈچ تاللا چىشى بار.

فَمَوِيٌّ: ئېغىزنىڭ، ئېغىزچە.

صَوْتٌ فَمَوِيٌّ: ئېغىزدىن چىققان ئاۋاز.

فَمِيٌّ: ئېغىزنىڭ، ئېغىزدا.

فَنَأٌ: بىر توپ، بىر جامائە، بىر توركۇم.

فَنَاءٌ: ھالاك بولماق، يوقالماق، تۈگىمەك، زاۋال تاپماق، بەربات بولماق، ئۆلمەك.

دَارُ الْفَنَاءِ: بۇ دۇنيا، پانىي دۇنيا.

فِنَاءٌ ج أَفْنِيَةٌ وَ فُنِيٌّ: قورۇ، ھويلا، بىنانىڭ ئالدى.

فَنَاةٌ ج فَنَوَاتٌ: ماياق.

فَنَاةٌ ج فَنًى: تۆلكە ئۈزۈمى.

فَنَاجِرَةٌ: چەۋەندازلار، ئاتلىقلار، ئاتلىق

ئەسكەرلەر.

فَنَارٌ ج فَنَارَاتٌ: پەنەر، چىراغ، مەشئەل.

فِنْجَالٌ ج فَنَاجِيلُ: رومكا، قەدەھ، جام، ئىستاكان، چىنە.

فِنْجَانٌ ج فَنَاجِيْنُ: رومكا، قەدەھ، جام، ئىستاكان، چىنە.

«قَدَّمْتُ فَنَاجِيْنَ الشَّايِ لِلضُّيُوفِ»: مېھمانغا چاي چىنىلىرىنى سۇندۇم.

فَنْجَرَ يُفَنْجِرُ فَنْجَرَةً عَيْنَيْهِ: تىكىلىپ قارىدى.

فَنْجَرِيٌّ: سېخىي، مەرد.

فَنْجَلَ يُفَنْجِلُ فَنْجَلَةً: كېرىلىپ ماڭدى.

فَنَخَ يَفْنَخُ فَنْخًا الْعَظْمَ: سۆڭەكنى يانجىدى، سوقتى.

فَنَخَ رَأْسَهُ: بېشىنى يانجىدى.

فَنَخَ الْعَقْدَ: توختامنى بۇزدى.

فَنِدَ يَفْنَدُ فَنَدًا الشَّخْصُ: ئالجىدى.

«لَا تَسْتَمِعْ إِلَى مَا يَقُولُ فَقَدْ فَنِدَ»: ئۇ ئالجىغان، ئۇنىڭ دېگىنىگە قۇلاق سالما.

فَنَدٌ ج أَفْنَادٌ: تۇزكورلۇق؛ ئاجىزلىق، يالغان.

فِنْدٌ ج أَفْنَادٌ: دەرەخ شېخى.

فُنْدُقٌ ج فَنَادِقُ: مېھمانخانا، ساراي؛ تورمسان ياڭىقى.

«فِي الْعَاصِمَةِ فَنَادِقُ فَخْمَةٌ»: پايتەختتە ھەشەمەتلىك مېھمانخانىلار بار.

فُنْدُقَانِيٌّ: مېھمانخانا خوجايىنى، سارايۋەن.

فِنْطَاسٌ ج فَنَاطِيْسُ: پاراخوتنىڭ سۇ ساقلايدىغان كۆلى.

فِنْطِيْسٌ: پەس، مەككار، پاناق بۇرۇن.

فِنْطِيْسَةٌ ج فَنَاطِيْسُ: چوشقىنىڭ تۇمشۇقى، بۇرنى.

فَنِعَ يَفْنَعُ فَنَعًا: پۇل-مېلى ئۆستى، باي بولدى، ياخشى نامغا ئىگە بولدى، مەرد، سېخىي بولدى.

فَنَعُ الْمِسْكِ: ئىپار ھىدى تارالدى.

فَنَعٌ: مەردلىك، سېخىيلىك، كۆپ، مول.

فَنِعٌ: باي.

فُنُغْرَافٌ: پاتېفون.

أُسْطُوَانَةُ الْفُنُغْرَافِ: پاتېفون پلاستىنكىسى.

فَنَقَ يَفْنَقُ فَنْقًا: باياشات تۇرمۇش كەچۈردى.

فَنَكَ يَفْنُكُ فُنُوكًا: چىڭ تۇردى، مەيدانى مۇستەھكەم بولدى.

فَنَكٌ: تۈلكىنىڭ بىر خىلى، بۆلەك.

مَضَى فَنَكٌ مِنَ اللَّيْلِ: كېچىنىڭ بىر قىسمى ئۆتتى.

فِنْكٌ: ئىشلىك.

فَنَّ يَفِنُّ فَنًّا الشَّخْصُ: ئىشنى خىلمۇخىل قىلدى.

فَنَّ يَفُنُّ فَنًّا الرَّجُلَ: كىشىنى چارچىتىۋەتتى.

فَنَّ الشَّيْءَ: نەرسىنى بېزىدى.

فَنَّ الدَّيْنَ: قەرزنى كېچىكتۈردى.

فَنَّ فُلَانًا فِي الْبَيْعِ: پالانىنى سودىدا ساختا قىلدى.

فَنٌّ ج فُنُونٌ: ئىلىم-پەن، سەنئەت، تېخنىكا، مەخسۇس كەسىپ.

الْفَنُّ الْجَمِيْلُ: گۈزەل سەنئەت.

الْفَنُّ الْمِعْمَارِيّ: قۇرۇلۇش سەنئىتى.

فَنٌّ ج فُنُونٌ وَ أَفْنَانٌ وَ أَفَانِيْنُ: خىل، تۈر، قىسىم، تارماق؛ پەن.

فُنُونُ الْعِلْمِ: پەننىڭ تارماقلىرى.

أَفَانِيْنُ الْكَلَامِ: سۆزنىڭ تۈرلىرى، ئۇسلۇبلىرى.

﴿ذَوَاتَا أَفْنَانٍ﴾ «قرآن»: ئۇ ئىككى جەننەتتە تۈرلۈك مېۋىلىك دەرەخلەر بار.

فَنَنٌ ج أَفْنَانٌ جج أَفَانِيْنُ: تۇر؛ شاخ.

«كَانَ الْعُصْفُورُ يَنْتَقِلُ مِنْ فَنَنٍ إِلَى فَنَنٍ»: قۇشقاچ شاختىن شاخقا يۆتكىلىدۇ.

فَنَّانٌ ج فَنَّانُونَ: سەنئەتچى، رەسسام، گۈزەل سەنئەتچى، ياۋا تاغىل ئات، زىبرا.

«تُشَجِّعُ الدَّوْلَةُ الْفَنَّ وَتَرْعَى الْفَنَّانِينَ»: دۆلەت سەنئەتكە ئىلھاملاندۇرىدۇ ۋە سەنئەتچىلەرگە كۆڭۈل بۆلىدۇ.

«إِخْتَفَى الطَّائِرُ بَيْنَ الْأَفَانِينِ»: قۇش شاخلار ئارىسىغا يوشۇرۇندى.

فَنَّدَ يُفَنِّدُ تَفْنِيدًا: رەت قىلدى، رەددىيە بەردى، مات قىلدى.

﴿إِنِّي لَأَجِدُ رِيحَ يُوسُفَ لَوْلَا أَنْ تُفَنِّدُونِ﴾ «قۇرئان»: مەن چوقۇم يۇسۇفنىڭ ھىدىنى ئىلىۋاتىمەن، سىلەر مېنى ئالجىپ قالغان دېمەيدىغان بولساڭلار.

فَنَّشَ يُفَنِّشُ تَفْنِيشًا فِي الْأَمْرِ: ئىشتا بوشاپ كەتتى، سۇسلىشىپ كەتتى.

فَنَّنَ يُفَنِّنُ تَفْنِينًا الثَّوْبَ: كىيىم چىرىپ كەتتى، سوزۇلۇپ كەتتى.

فَنَّنَ الشَّيْءَ: نەرسىنى تۈرلەرگە ئايرىدى.

فَنَّنَ رَأْيَهُ: پىكرىنى ئۆزگەرتىۋالدى، پىكرىدە تۇرمىدى.

فَنَّنَ الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: بىرنەرسىنى يەنە بىرنەرسىگە ئارىلاشتۇردى.

فَنِّيٌّ ج فَنِّيُّونَ: يەنگە ئائىت؛ ماھىر سەنئەتچى؛ تېخنىك.

عَامِلٌ فَنِّيٌّ: پەن-تېخنىكا ئىشچىسى؛ سەنئەتكار.

«هَذَا عَمَلٌ فَنِّيٌّ جَمِيلٌ»: بۇ گۈزەل سەنئەتكە ئائىت ئىش.

مُسْتَشَارٌ فَنِّيٌّ: تېخنىك مەسلىھەتچىسى.

«فَنِّيِّ الْإِرْشَادِ يَخْبِرُنَا بِأَحْوَالِ الطَّقْسِ»: ھاۋا رايى ئىلمى بىزنى ھاۋا رايى ئەھۋاللىرىدىن خەۋەرلەندۈرىدۇ.

«الْفَنِّيُّونَ يَتَقَاضُونَ أُجُورًا عَالِيَةً»: تېخنىك يۇقىرى ئىش ھەققى ئالىدۇ.

فَنِّيَّةٌ: ئىلمىيلىق، ئىلمىي نۇقتا، خاسلىق، مەخسۇس، ئالاھىدە.

«هَذِهِ مَسْئَلَةٌ مِنَ النَّاحِيَةِ الْفَنِّيَّةِ»: بۇ تېخنىكا جەھەتتىكى مەسىلە.

فَنَى وَ فَنِيَ يَفْنَى فَنَاءَ الشَّيْءُ: نەرسە يوقالدى، تۈگىدى.

«هَيْهَاتَ أَنْ تُحْصَى مَكَارِمُهُ الْعُلَي   طُرًّا فَهَلْ يُفْنِي الرِّمَالَ حِسَابٌ»: ئۇنىڭ ئېسىل خىسلەتلىرىنى ساناپ تۈگەتكىلى بولمايدۇ، قۇمنى ساناپ تۈگەتكىلى بولامدۇ؟!

فَنِيَ الرَّجُلُ: كىشى قېرىپ كەتتى، ياشىنىپ ھالىدىن كەتتى.

فَنِيَ فِي عَمَلِهِ: ئۆز ئىشىدا بارلىق كۈچىنى چىقاردى.

فَهَا يَفْهُو فَهْوًا: سەل قارىدى، غەپلەتتە قالدى، تىلى راۋان بولدى.

فَهَاهَةٌ: ئىقتىدارسىزلىق، گەپنى ئوڭلاپ قىلالماسلىق.

إِشْتَهَرَ بَاقِلٌ بِفَهَاهَتِهِ: باقىل سۆزدە ئاجىزلىق بىلەن مەشھۇر.

فَهِدَ يَفْهَدُ فَهْدًا لِفُلَانٍ: پالانىنىڭ ئارقىسىدىن ياخشىلىق قىلدى.

فَهِدَ يَفْهَدُ فَهَدًا الرَّجُلُ: كىرىيىدەك ئۇخلىدى.

فَهِدَ عَنِ الْأَمْرِ: ئىشقا سەل قارىدى.

فَهْدٌ ج فُهُودٌ وَ أَفْهُدٌ م فَهْدَةٌ ج فَهَدَاتٌ: يىلپىز.

اَلْفَهْدُ حَيَوَانٌ مُتَوَحِّشٌ جِدًّا: يىلپىز ناھايىتىمۇ ۋەھشىي ھايۋان.

فِهْرٌ ج أَفْهَارٌ وَ فُهُورٌ: تاش، تاش ماتېرىياللىرى.

فِهْرَةٌ ج فِهَرٌ: تاش ھاۋانچا.

فَهْرَسَ يُفَهْرِسُ فَهْرَسَةً الْكِتَابَ: كىتابقا مۇندەرىجە قويدى.

فِهْرِسٌ ج فَهَارِسُ: مۇندەرىجە، كاتولوگ، فىھرىست.

«لِهَذَا الْكِتَابِ فِهْرَسٌ مُفَصَّلٌ»: بۇ كىتابنىڭ

تەپسىلىي مۇندەرىجىسى بار.

فِهْرِسِيَّةٌ: كىتابلار مۇندەرىجىسى، مۇندەرىجىلىك.

فَهِقَ يَفْهَقُ فَهْقًا فَهَقًا الْإِنَاءُ: قاچا توشتى.

فَهْقَةٌ ج فِهَاقٌ: ئومۇرتقىنىڭ بېشى.

فَهَقَةٌ: دەريا دىپلىغى.

فَهِمَ يَفْهَمُ فَهْمًا وَ فَهَمًا وَ فَهَامَةً / فِهَامَةً وَ فَهَامِيَةً: بىلدى، ئۇقتى، چۈشەندى، پەھىملىدى.

«فَهِمَ كُلَّ مَا قِيلَ لَهُ»: ئۇنىڭغا دېيىلگەنلەرنىڭ ھەممىسىنى چۈشەندى.

فَهُمَ يَفْهُمُ فَهَامَةً الرَّجُلُ: كىشىنىڭ پىكرى ئۆتكۈر بولدى.

فَهْمٌ ج أَفْهَامٌ: چۈشەنمەك؛ ھوشيارلىق، زېرەكلىك.

سُوءُ الْفَهْمِ: خاتا چۈشىنىپ قالماق، ئۇقۇشالماسلىق.

سَرِيعُ الْفَهْمِ: زېھنى ئۆتكۈر.

فَهِمٌ ج فِهَامٌ: ئەقىللىق، زېرەك، چوڭقۇر پىكىرلىك.

«هَذَا الْمَنْصَبُ يَتَطَلَّبُ شَخْصًا ذَكِيًّا فَهِمًا»: بۇ مەنسەپ ئۇنىڭ زېرەك، چوڭقۇر پىكىرلىك ئادەم بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ.

فَهَّ يَفَهُّ فَهَاهَةً: دۇدۇقلاپ قالدى، سۆزلەشتىن ئاجىز كەلدى.

«إِضْطَرَبَ فِي الْمَحْكَمَةِ وَفَهَّ»: سوتتا ھودۇقۇپ، ئېغىزى گەپكە كەلمىدى.

فَهٌّ ج أَفْهَاهٌ: ئىقتىدارسىزلىق، سۆزدە ئاجىزلىق.

«لَا يَصْلُحُ الْفَهُّ أَنْ يَكُونَ مُدَرِّسًا»: سۆزدە ئاجىز ئادەم ئوقۇتقۇچىلىققا يارىمايدۇ.

فَهَّامَةٌ: چوڭقۇر پىكىرلىك ئادەم.

«كَانَ عَلَّامَةً فَهَّامَةً»: ئۇ بىلىم دائىرىسى ناھايىتى كەڭ، چوڭقۇر پىكىرلىك ئىدى.

فَهَّرَ يُفَهِّرُ تَفْهِيرًا الرَّجُلُ: كىشى چارچاپ كەتتى.

فَهَّمَ يُفَهِّمُ تَفْهِيمًا: ئۇقتۇردى، بىلدۈردى، چۈشەندۈردى.

﴿فَفَهَّمْنَاهَا سُلَيْمَانَ وَكُلًّا آتَيْنَا حُكْمًا وَعِلْمًا﴾ «قۇرئان»: قانداق ھۆكۈم قىلىشنى بىز سۇلەيمانغا بىلدۈردۇق. ئۇلارنىڭ ھەربىرىگە ھېكمەتنى ۋە ئىلىمنى ئاتا قىلدۇق.

«فَهَّمَنِي أُسْتَاذِي الْمَسْأَلَةَ الَّتِي لَمْ أَفْهَمْهَا»: ئۇستازىم چۈشەنمىگەن مەسىلىلەرنى ماڭا چۈشەندۈرۈپ قويدى.

فَهِيمٌ ج فُهَمَاءُ: ئەقىللىق، زېرەك، ئۆتكۈر.

فَهِيهٌ ج فِهَاهٌ: سۆزدە ئاجىز ئادەم.

فَوَاتٌ: ئۆتۈپ كەتمەك، قولدىن كەتمەك، بىكار كەتمەك، يوقالماق.

مَوْتُ الْفَوَاتِ: تاسادىپىي ئۆلۈم، تويۇقسىز ئۆلۈم، ئۇشتۇمتۇت ئۆلۈم.

«وَصَلَ بَعْدَ فَوَاتِ الْأَوَانِ»: ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن كەلدى.

فُوَاقٌ: ھالقىپ چۈشمەك، ئېشىپ كەتمەك؛ ھىق تۇتماق؛ كېكىرمەك.

فُوَاقُ الْمَوْتِ: ئۆلۈم سەكراتى.

﴿وَمَا يَنْظُرُ هَؤُلَاءِ إِلَّا صَيْحَةً وَاحِدَةً مَا لَهَا مِنْ فَوَاقٍ﴾ «قۇرئان»: بۇلار (يەنى، مەككە مۇشرىكلىرى) پەقەت بىر ئاۋاز (يەنى، بىرىنچى قېتىملىق سۇر) نىلا كۈتىدۇ، ئۇ قايتىلانمايدۇ.

فَوْتٌ: يىتىپ كەتمەك، قولدىن كەتمەك، بىكار كەتمەك، يوقالماق.

بَعْدَ فَوْتِ الْأَوَانِ: ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن.

﴿وَلَوْ تَرَى إِذْ فَزِعُوا فَلَا فَوْتَ﴾ «قۇرئان»: ئەگەر سەن ئەينى ۋاقىتتا ئۇلارنىڭ قورقۇپ قاچىدىغان يەر تاپالمايۋاتقانلىقىنى كۆرسەڭ ...

الْفُرْصَةُ سَرِيعَةُ الْفَوْتِ. بَطِيئَةُ الْعَوْدِ: پۇرسەتنىڭ كېتىشى تېز، قايتىشى ئاستا.

فَوْتٌ ج أَفْوَاتٌ: ئىككى بارماق ئارىلىقى.

فُوتُوغرَافِيَا: فوتو سۈرەت، فوتو ئاپپارات.

فُوتُوغرَافِيّ: فوتو سۈرەتلىك.

صُورَةٌ فُوتُوغرَافِيَّةٌ: رەسىم، سۈرەت، فوتو سۈرەت.

فَوْجٌ ج أَفْوَاجٌ: گۇرۇپپا، تــوپ-تــوپ، بــۆلەك، جامائە، قىسىم.

﴿كُلَّمَا أُلْقِيَ فِيهَا فَوْجٌ سَأَلَهُمْ خَزَنَتُهَا أَلَمْ يَأْتِكُمْ نَذِيرٌ﴾ «قرآن»: دوزاخقا ھەرقاچان بىر توپ ئادەم تاشلانغان چاغدا، دوزاخقا مۇئەككەل پەرىشتىلەر ئۇلاردىن: «سىلەرگە ئاگاھلاندۇرغۇچى كەلمىگەنمىدى»، دەپ سورايدۇ.

فَوْحٌ: پۇراق تارقالماق.

طَيِّبُ الْفَوْحِ: خۇشبۇي، خۇش پۇراق.

فَوَحَانٌ: پۇراق تارقالماق؛ قازاننىڭ قايناپ تېشىشى.

فَوْحَةٌ: پۇراق تارقالماق.

فَوْدٌ ج أَفْوَادٌ: چېكە؛ چېكە چاچ؛ تەرەپ.

«حَلَّ الشَّيْبُ بِفَوْدَيْهِ»: ئىككى چېكىسىگە ئاق كىردى.

فَوْرٌ: قاينىماق، تاشماق؛ ۋاقتىنىڭ ئەۋۋىلى، دەرھال.

عَلَى الْفَوْرِ: دەرھال، شۇ زامانلا.

﴿وَيَأْتُوكُمْ مِنْ فَوْرِهِمْ هَذَا﴾ «قرآن»: دۈشمەن دەرھال ھۇجۇم قىلىپ كەلگەندە ...

رَجَعَ فَوْرًا: دەرھال قايتتى.

فَوَرَانٌ: قاينىماق، تاشماق.

فَوْرَةُ الْغَضَبِ: غەزەپ تاشماق.

فَوْرَةُ الْحَرِّ: ھارارەتنىڭ قاتتىقلىقى.

فَوْرَةُ دَمٍ: ھاياجانلانماق، غەزەپلەنمەك.

فَوْرَةٌ مَالِيَّةٌ: پۇلنىڭ پاخاللىشىشى.

فَوْرِيقَةٌ: زاۋۇت، فابرىكا.

فَوْرِيٌّ: دەرھال، شۇ زامان.

«هَذِهِ قَضِيَّةٌ مُلِحَّةٌ جِدًّا بِحَاجَةٍ إِلَى حِلٍّ فَوْرِيٍّ»: بۇ ناھايىتى جىددىي مەسىلە بولۇپ، دەرھال ھەل قىلىشقا تېگىشلىك.

فَوْرِيَّةٌ: تېز.

إِجَابَةٌ فَوْرِيَّةٌ: تېز جاۋاب بېرىش.

فَوْزٌ: نىجات تاپماق؛ غەلىبە، مۇۋەپپەقىيەت، زەپەر تاپماق.

﴿لَهُمْ جَنَّاتٌ تَجْرِي مِنْ تَحْتِهَا الْأَنْهَارُ ذَلِكَ الْفَوْزُ الْكَبِيرُ﴾ «قرآن»: ئۇلار ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە سازاۋەر بولىدۇ، بۇ چوڭ بەختتۇر.

«هَتَفَ الْمُتَفَرِّجُونَ فَرَحًا بِفَوْزِ فَرِيقِنَا»: تاماشىبىنلار بىزنىڭ ئەترىتىمىزنىڭ غەلىبىسىدىن خۇشال بولۇپ چۇقان كۆتۈردى.

فُوسفَاةٌ: فوسفات، كىسلاتا تۇزى.

فَوْضَى: قالايمىقانچىلىق، تەرتىپسىزلىك، باشباشتاقلىق، ھۆكۈمەتسىزلىك.

قَوْمٌ فَوْضَى: باشباشتاق خەلق.

أَمْوَالُهُمْ فَوْضَى بَيْنَهُمْ: ئۇلارنىڭ ماللىرى ئورتاق.

تُعَانِي الْمُؤَسَّسَةُ مِنَ الْفَوْضَى: ئورگان ھۆكۈمەتسىزلىكنى باشتىن كەچۈرمەكتە.

فَوْضَوِيٌّ: ھۆكۈمەتسىز، باشباشتاق.

فَوْضَوِيَّةٌ: ئانارخىزم، ھۆكۈمەتسىزلىك.

فَوْضَوِيٌّ ج فَوْضَوِيُّونَ: ئانارخىست، ئانارخىزم تەرەپدارى.

فُوطَةٌ ج فُوَطٌ: خالات؛ پەشتاما، پەرتۇق؛ تاماق يېگەندە ئالدىغا تارتىۋالىدىغان لۆڭگە.

فُوطَةُ الْوَجْهِ: لۆڭگە.

فُوطَةُ الْحَمَّامِ: مونچا لۆڭگىسى.

فُوطِيٌّ: خالات تىككۈچى، خالات ساتقۇچى.

فَوْعَةٌ: خۇشبۇي، خۇش پۇراق.

فَوْغَةٌ: خۇشبۇي، خۇش پۇراق.

فُـوفٌ ـ فُوفَـةٌ ج أَفْـوَافٌ: نىپىـز پەردە، پوسـت، قوۋزاق؛ تىرناق ئاستىدىكى ئاق.

فَوْقَ: ئۈستىدە، ئارتۇق، ... دىن كۆپ.

فَوْقَ الْكُلِّ: ھەممىدىن يۇقىرى.

﴿وَرَفَعْنَـا بَعْـضَهُمْ فَـوْقَ بَعْـضٍ دَرَجَـاتٍ﴾ «قـرآن»: ئۇلارنىڭ بەزىسىنىڭ دەرىجىسىنى بەزىسىدىن ئۈستۈن قىلدۇق.

فَوْقَ الْعَادَةِ: ئادەتتىن تاشقىرى، پەۋقۇلئاددە.

فَـوْقَ الطَّاقَـةِ: قولـدىن كەلمەيـدىغان، كـۈچ يەتمەيدىغان.

فَوْقَ صِفْرٍ: نۆلدىن يۇقىرى.

فَوْقَ الْحَدِّ: ھەددىدىن تاشقىرى.

فَوْقَ ذَلِكَ: ئۇنىڭ ئۈستىگە.

«مَصْلَحَةُ الْوَطَنِ فَوْقَ مَصْلَحَةِ الْأَفْرَادِ»: ۋەتەنـنىڭ مەنپەئەتى شەخسنىڭ مەنپەئەتىدىن ئارتۇق.

فُوْقٌ: ھالقىپ چۈشمەك، ئېشىپ كەتمەك.

فَوْقَانِيٌّ: ئۈستى، يۇقىرىسى.

طَبَقَةٌ فَوْقَانِيَّةٌ: ئۈستۈنكى قەۋەت.

فُولٌ: دادۇر، پۇرچاق.

فُولٌ سُودَانِيٌّ: خاسىڭ.

فُولٌ صِينِيٌّ: سېرىق پۇرچاق.

«يُغْرَسُ بُذُورُ الْفُولِ السُّودَانِيِّ بِذْرَةً بِذْرَةً»: خاسـىڭ ئۇرۇقى بىر تال ـ بىر تالدىن تېرىلىدۇ.

فُولَاذٌ ج فَوَالِيذُ: پولات.

«تُصْنَعُ السُّيُوفُ مِنَ الْفُولَاذِ»: قىلىچـلار پـولاتتىن ياسىلىدۇ.

فُولَاذِيٌّ: پولاتنىڭ، پولاتتىن ياسالغان.

فُولَةٌ ج فُولَاتٌ: بىر تال پۇرچاق.

كَأَنَّهُمَا فُولَـةٌ وَانْقَسَمَتْ: ئـۇ ئىككـىسى قويـۇپ قويغاندەك ئوخشايدۇ.

فُومٌ ج فُومَانٌ: سامساق؛ پوم (نان)، بۇغداي.

﴿مِمَّا تُنْبِتُ الْأَرْضُ مِنْ بَقْلِهَا وَقِثَّائِهَا وَفُومِهَا﴾ «قرآن»:

زېمىنـنىڭ كۆكتاتلىرىـدىن تەرخەمەك، سامساق، يېـسمۇقلارنى ئۆستۈرۈپ بەرسۇن.

فُونُوغْرَافٌ ج فُونُوغْرَافَاتٌ: فاتىغون.

فُوهِ بِفُوهِ فُوهًا: ئېغىزى چوڭ بولدى.

فُوهٌ ج أَفْوَاهٌ: ئېغىز.

فُوهٌ ج أَفَاوِيهُ: دورا ـ دەرمەك.

«يُكْثِرُ مِنَ الْأَفَاوِيهِ فِي طَعَامِهِ»: ئـۇ تاماقىغا دورا ـ دەرمەكنى كۆپ ئىشلىتىدۇ.

فُوهَةٌ ج فُوهَاتٌ: يول ئېغىزى، جىلغا ئېغىزى.

فُوهَةُ الْبُرْكَانِ: يانار تاغ ئېغىزى.

فَوَّاحٌ: خۇش پۇراق چاچقۇچى.

فَـوَّارٌ: قاينـاپ تاشـقۇچى، ئـاچچىقى يامـان، ئالدىراقسان؛ كۆپۈكلۈك، ماغزاپلىق.

فَوَّارَةٌ: فونتان.

مَشْرُوبَاتٌ فَوَّارَةٌ: گازلىق ئىچىملىك.

فَوَّالٌ ج فَوَّالُونَ: دادۇر ـ پۇرچاق ساتقۇچى.

فَوَّتَ يُفَوِّتُ تَفْوِيتًا: ئۆتكۈزۈۋەتتى.

فَـوَّتَ الْفُرْصَـةَ عَلَيْهِ: پۇرسـەتنى قولـدىن بىرىـپ قويدى.

فَوَّجَ يُفَوِّجُ تَفْوِيجًا عَنْ نَفْسِهِ: يېنىكلەتتى.

فَوَّرَ يُفَوِّرُ تَفْوِيرًا الْقِدْرَ: قازاننى قايناتتى.

فَوَّرَ دَمَهُ: قېنى قىزىدى، جۇدۇنى تۇتتى.

فَوَّزَ يُفَوِّزُ تَفْوِيزًا: كۆچتى.

فَوَّزَ الرَّجُلُ: ئۆلـدى، ۋاپـات بولـدى، دالىغا تـۆگە منىپ چىقتى.

فَوَّزَ الطَّرِيقُ: يول ئاشكارا بولدى.

فَوَّضَ يُفَوِّضُ تَفْوِيضًا لَهُ: ئۇنىڭغا ھوقۇق بەردى.

فَوَّضَ إِلَيْهِ الْأَمْرَ: ئۇنىڭغا ئىش تاپشۇردى، ھاۋالە قىلدى، تەپۋىز قىلدى.

﴿وَأُفَـوِّضُ أَمْـرِي إِلَـى اللهِ﴾ «قـرآن»: مەن ئـىشىمنى ئاللاھقا تاپشۇرىمەن.

«فَوَّضَ نَائِبَـهُ فِي إِدَارَةِ الْعَمَلِ خِلَالَ غِيَابِهِ»: ئـۆزى

يوق ۋاقتىدا ئىشنى باشقۇرۇشنى ئورۇنباسارىغا تاپشۇردى.

فَوَّطَ يُفَوِّطُ تَفْوِيطًا فُلاَنًا: پالانىغا خالات كىيگۈزدى.

فَوَّقَ يُفَوِّقُ تَفْوِيقًا فُلاَنًا عَلَى غَيْرِهِ: پالانىنى باشقىلارغا ئارتۇق ھېسابلىدى، باشقىلاردىن ئارتۇق بىلدى.

فَوَّهَ يُفَوِّهُ تَفْوِيهًا الطَّعَامَ: تاماققا دورا ـ دەرمەك قوشتى.

فُوَّهَةٌ ج فُوَّهَاتٌ: ئېغىز.

فُوَّهَةُ الْمِدْفَعِ: زەمبىرەك ئېغىزى.

فُوَّهَةُ الْبُرْكَانِ: يانار تاغ ئېغىزى.

فُوَيْتٌ: ئۆزبېشىمچى، خۇدەرئىيى.

فُوَيْسِقَةٌ: چاشقان.

«فَإِنَّ الْفُوَيْسِقَةَ تُضْرِمُ عَلَى أَهْلِ الْبَيْتِ بَيْتَهُمْ» ‹حديث›: چاشقان ئۆيدىكىلەر ئۇخلاپ قالغان چاغدا، ئۆچۈرۈلمىگەن چىراغنىڭ پىلىكىنى تارتىپ ئۆينى كۆيدۈرۈۋېتىدۇ.

فِي: دە، ئىچىدە؛ ئۈچۈن؛ ئۈستىدە.

«فَمَا دَارٌ أَحَبُّ إِلَيَّ فِي دُنْيَايَ مِنْ خُتَنٍ»: مەن ئۈچۈن جاھاندا خوتەندىنمۇ سۆيۈملۈكراق بىر يۇرت يوق!

فَيْءٌ ج فُيُوءٌ وَ أَفْيَاءٌ: سايە؛ غەنىيمەت، ئولجا؛ باج.

«جَلَسَ فِي فَيْءِ الشَّجَرَةِ»: دەرەخ سايىسىدە ئولتۇردى.

«قُسِمَ الْفَيْءُ عَلَى النَّاسِ»: غەنىيمەت كىشىلەرگە تەقسىم قىلىپ بېرىلدى.

«الْفَيْءُ عَلَى ذِي الرَّحِمِ» ‹حديث›: خىش ـ ئەقرىبالارغا سىلە ـ رەھىم قىلماقلىق.

فَيْئَةٌ: قايتماق، يانماق؛ ۋاقىت، زامان.

فَيْتَقٌ: نەقىشچى، ئويمىچى، ياغاچچىلىقنىڭ ئىنچىكە ئىشلىرى.

فَيْجٌ ج فُيُوجٌ: بىر توپ كىشى، بۇلۇت، سۇلتاننىڭ پىيادە ئەلچىسى، خىزمەتچى.

فَيْخٌ: كەڭ، كەڭ دائىرە.

فَيْحَاءُ ج فِيحٌ: كەڭ، كەڭ دائىرە، چەكسىز.

دَارٌ فَيْحَاءُ: كەڭ ـ كۇشادە قورۇ.

فَيْرُوزٌ. فَيْرُوزَجٌ: پىروزە (بىر خىل كۆك رەڭلىك ئېسىل تاش).

فَيْرُوسٌ: ۋىرۇس.

فَيْرُوسِيٌّ: ۋىرۇسلۇق، يۇقۇملۇق.

فِيزِيَاءُ: فىزىكا.

الْفِيزِيَاءُ النَّوَوِيَّةُ: يادرو فىزىكىسى، ئاتوم فىزىكىسى.

فِيزِيَائِيٌّ: فىزىكىلىق، فىزىكا ئالىمى.

فَيْسَحَى: چوڭ قەدەم، چوڭ ماڭدام.

هُوَ يَمْشِي الْفَيْسَحَى: ئۇ چوڭ قەدەم بىلەن ئىلگىرىلىمەكتە.

فِيسُولُوجِيَا: فىزىئولوگىيە.

فَيْشٌ: چوڭچىلىق، مەغرۇرلۇق، ھاكاۋۇرلۇق، ماختانچاقلىق.

فَيْشَةٌ ج فَيْشٌ: باشنىڭ چوققىسى.

فَيْصَلٌ ج فَيَاصِلُ: رېپېر، ھەق ـ ناھەق ئوتتۇرىسىدا توغرا ھۆكۈم چىقارغۇچى، ئادىل؛ كۆۋاھچى، شاھىت.

قَوْلٌ فَيْصَلٌ: توغرا سۆز، لىللا سۆز.

حُكْمٌ فَيْصَلٌ: توغرا ھۆكۈم، ئادىل ھۆكۈم.

فَيْضٌ ج فُيُوضٌ وَ أَفْيَاضٌ: كۆپلۈك، موللۇق، كەلكۈن، قىيان، تاشقىن.

أَزْمَةُ فَيْضِ الْإِنْتَاجِ: مەھسۇلاتنىڭ ئېشىپ قېلىش كرىزىسى.

رَجُلٌ فَيْضٌ: مەرد، سېخىي.

فَيَضَانٌ ج فَيَضَانَاتٌ: قىيان، كەلكۈن، تاشقىن.

قِمَّةُ الْفَيَضَانِ: تاشقىننىڭ يۇقىرى پەللىسى.

نەرسە.

قَبِيصٌ: ئۇۋچى؛ ئۇۋ، ئولجا.

قُهَابٌ: ئاق، ئاق رەڭ.

قَهَرَ يَقْهَرُ قَهْرًا: يەڭدى، غەلبە قىلدى؛ باشقۇردى؛ مەجبۇرلىدى.

«قَهَرَ الْجَيْشُ الْعَدُوَّ»: قوشۇن دۈشمەننى يەڭدى.

﴿فَأَمَّا الْيَتِيمَ فَلَا تَقْهَرْ﴾ «قرآن»: يېتىمنى خارلىما.

«قَهَرَ خَصْمَهُ عَلَى الْإِعْتِرَافِ بِقِيمَتِهِ»: رەقىبىنى ئۆزىنىڭ قىممىتىنى ئېتىراپ قىلىشقا مەجبۇرلىدى.

قَهْرٌ: بويسۇندۇرماق، يەڭمەك، باسماق؛ زورلىماق، باشقۇرماق.

وَسَائِلُ الْقَهْرِ: زورلاش ۋاستىلىرى.

قَهْرًا: زورلۇق بىلەن.

قَهْرَمَانٌ ج قَهَارِمَةٌ: غوجىدار، كاسسىر.

قَهْرَمَانَةٌ ج قَهْرَمَانَاتٌ: ئايال غوجىدار، ئائىلە ئوقۇتقۇچىسى.

قَهْرِيٌّ: مەجبۇرىي، زورمۇزور، چوقۇم، قەتئىي.

سَبَبٌ قَهْرِيٌّ: قارشى تۇرۇپ بولمايدىغان سەۋەب.

طَوَارِئُ قَهْرِيَّةٌ: تەبىئىي ئاپەت، كۈتۈلمىگەن ھادىسە.

قُوَّةٌ قَهْرِيَّةٌ: بېسىم كۈچ.

قَهَزَ يَقْهَزُ قَهْزًا: سەكرىدى.

قَهْقَرَ يُقَهْقِرُ قَهْقَرَةً: ئارقىچە چېكىندى.

قَهْقَرَ الْعَدُوَّ: دۈشمەن چېكىندى.

قَهْقَرَةٌ: كەينىگە چېكىنمەك، داجىماق.

قَهْقَرَى: كەينىچە چېكىنمەك؛ چۈشكۈنلەشمەك.

رَجَعَ الْقَهْقَرَى: كەينىگە چېكىندى.

قَهْقَهَ يُقَهْقِهُ قَهْقَهَةً الرَّجُلُ: كىشى قاقاقلاپ كۈلدى، قاتتىق كۈلدى.

قَهْقَهَةٌ: قاتتىق كۈلمەك، قاقاقلاپ كۈلمەك.

قَهَلَ يَقْهَلُ قَهْلًا الرَّجُلُ: تۇزكورلۇق قىلدى.

قَهَلَ فُلَانًا: پالانىنى ئەيىبلىدى، مالامەت قىلدى.

قَهَلَ يَقْهَلُ قَهْلًا وَ قُهُولًا الْجِلْدُ: تېرە قۇرۇقشۇپ قالدى.

قَهِمَ يَقْهَمُ قَهَمًا الرَّجُلُ: كىشىنىڭ ئىشتىھاسى تۇتۇلۇپ قالدى.

قَهِمٌ: ئىشتىھاسى كەم ئادەم.

قَهَّ يَقِهُّ قَهًّا: قاقاقلاپ كۈلدى.

قَهْوَانٌ: مۈڭگۈزلۈك قېرى تېكە.

قَهَّارٌ: ناھايىتى كۈچلۈك.

عَدُوٌّ قَهَّارٌ: ناھايىتى كۈچلۈك دۈشمەن.

الْقَهَّارُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، ھەممىگە قادىر، ناھايىتى قۇدرەتلىك ئاللاھ، دېگەن مەنىدە.

﴿وَهُوَ الْوَاحِدُ الْقَهَّارُ﴾ «قرآن»: ئۇ غالىب، بىر ئاللاھدۇر.

قَهْوَةٌ ج قَهَوَاتٌ: قەھۋە، كافى.

شَرِبَ قَهْوَةً صَافِيَةً: ساپ قەھۋە ئىچتى.

فَنَجَانُ قَهْوَةٍ: قەھۋە ئىستاكانى.

قَهْوَةٌ ج قَهَوَاتٌ وَ قَهَاوٍ: قەھۋەخانا.

«إِلْتَقَى الْجَمَاعَةُ فِي الْقَهْوَةِ»: كۆپچىلىك قەھۋەخانىدا ئۇچراشتى.

قَهِيَ يَقْهَى قَهْيًا الرَّجُلُ: كىشىنىڭ ئىشتىھاسى تۇتۇلۇپ قالدى.

قَهِيزٌ: يىپەك، دۇردۇن، تاۋار.

قَوَاءٌ: ئاچلىق، ئاچ؛ چۆللۈك.

قِوَاءٌ ج أَقْوَاءٌ: چۆل، باياۋان، دالا.

قَوَارِيْن: چوڭ بايلار.

قَوَاطِعُ: يەسلىلىك قۇشلار.

قُوَاعٌ م قُوَاعَةٌ: ياۋا توشقان، بۆرىنىڭ ھۇۋلىشى.

قَوَامٌ: تۇز، رۇس؛ چىداملىق؛ كۈچ؛ بوي، تۇرقى؛ كۆۋرۈك؛ يۆلەنچۈك؛ بويلۇق.

قَوَامُ الشَّيْءِ: نەرسىنىڭ قويۇقلۇقى، زىچلىقى.

قَوَامٌ مُعْتَدِلٌ: ئوتتۇرا بوي.

﴿وَكَانَ بَيْنَ ذَلِكَ قَوَامًا﴾ ‹قۇرئان›: ئوتتۇرا ھال خىراجەت قىلىدۇ.

إِمْرَأَةٌ لَهَا قَوَامٌ رَشِيقٌ: غۇنچە بوي ئايال.

قِوَامٌ: تۈۋرۈك، تىرەك.

قِوَامُ الْعَائِلَةِ: ئائىلە باشلىقى.

قُوَامٌ: ھايۋانلارنىڭ پۇتىدا بولۇپ قالىدىغان بىر خىل ئاغرىق.

قُوبٌ ج أَقْوَابٌ: چۈجە.

قُوْبَاءُ ج قُوَبٌ: تەمرەتكە، تېرە كېسىلى.

قُوْبَةٌ ج قُوَبَاتٌ: تەمرەتكە، تېرە كېسىلى.

قُوتٌ ج أَقْوَاتٌ: يېمەكلىك، ئوزۇقلۇق، رىزىق، تۆشە.

﴿وَقَدَّرَ فِيهَا أَقْوَاتَهَا﴾ ‹قۇرئان›: ئەھلى زېمىننىڭ رىزقىنى بەلگىلىدى.

قَوِدَ يَقْوَدُ قَوَدًا الْفَرَسُ: ئاتنىڭ بېلى ۋە بويىنى ئۇزۇن بولدى.

قَوَدٌ: پادىشاھ كەسپى، سولاپچىلىق؛ يېتىلەپ ماڭغان ئۇلاغ؛ باشلامچىلىق قىلماق.

قَوَدٌ: قىساس، قىساس ئېلىش.

قَوِرَ يَقْوَرُ قَوَرًا الرَّجُلُ: كىشى قارىغۇ بولۇپ قالدى، يەكچەشمە بولۇپ قالدى.

قَوِرَ الدَّارُ: ھويلا كەڭتاشا بولدى.

قَوْرٌ: يىڭى پاختا؛ پاختا يىپ.

قَوْزٌ ج أَقْوَازٌ وَ قِيزَانٌ: قۇم دۆۋىسى.

قَوِسَ يَقْوَسُ قَوَسًا الرَّجُلُ: كىشى دۈمچەك بولۇپ قالدى، بېلى ئېگىلىپ قالدى.

قَوِسَ ظَهْرُ الشَّيْخِ: بوۋاينىڭ بېلى مۈكچەيدى.

قَوْسٌ ج أَقْوَاسٌ وَ أَقْوُسٌ وَ أَقْيَاسٌ وَ قِيَاسٌ وَ قُسِيٌّ: يا، كامالچە، ئەگمە؛ گەز.

قَوْسُ الْقَنْطَرَةِ: كۆۋرۈك ئەگمىسى.

قَوْسُ قُزَحٍ: ھەسەن-ھۈسەن.

أَعْطَى الْقَوْسَ بَارِيهَا: ياخشى تاللىدى، كەسىپ ئەھلىنى تاللىدى.

أَعْطِ الْقَوْسَ بَارِيهَا: ھەر ئىشنى كەسىپ ئەھلى قىلسۇن، قوينى قاسساپ سويسۇن.

قَوْسَانِ: تىرناق ( ).

قَوْسَانِ مَعْقُوفَانِ: كۋادرات تىرناق [ ].

«وَضَعَ الْكَلِمَةَ بَيْنَ قَوْسَيْنِ»: سۆزنى تىرناق ئىچىگە ئالدى.

قُوسٌ: راھىبلار ئىبادەتخانىسى؛ ئۈۋچىلارنىڭ ئۆۋىسى.

قُوشٌ . قَوْشٌ ج أَقْوَاشٌ: تاسما كەمەر؛ قۇشقۇن.

قَوْطٌ ج أَقْوَاطٌ: قوي پادىسى.

قَوْطٌ ج قُوَطٌ: سېۋەت، مېۋە سېۋىتى.

قُوطَةٌ: پەمىدۇر، شوخلا.

قَوْعٌ ج أَقْوَاعٌ: مېۋە قۇرۇتۇش مەيدانى.

قَوْفِيَّةٌ: باش ياغلىقى، رومال.

قَوْقَأَ يُقَوْقِأُ قَوْقَأَةُ الدَّجَاجَةِ: توخۇ قاقاقلىدى.

قُوقٌ ج قُوَقَةٌ: ياۋا غاز، ئاق قۇ.

قَوْقَعَةٌ ج قَوْقَعَاتٌ: قۇلۇلە.

قَوْقَى يُقَوْقِي قِيقَاءً وَ قَوْقَاةُ الدَّجَاجَةِ: توخۇ قاقاقلىدى.

قَوْلٌ ج أَقْوَالٌ جج أَقَاوِيلُ: سۆز، گەپ، كالام؛ ئىسپات (قانۇندا).

صِحَّةُ الْقَوْلِ: سۆزنىڭ چىنلىقى.

﴿وَلَوْ تَقَوَّلَ عَلَيْنَا بَعْضَ الْأَقَاوِيلِ لَأَخَذْنَا مِنْهُ بِالْيَمِينِ﴾ ‹قۇرئان›: ئەگەر ئۇ بىزنىڭ نامىمىزدىن يالغاننى توقۇيدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ئۇنى قۇدرىتىمىز بىلەن جازالايتتۇق.

قَوْلٌ مَأْثُورٌ: ماقال، تەمسىل، ھېكمەتلىك سۆز.

الْقَوْلُ الْفَصْلُ: ھەل قىلغۇچ، ئەھمىيەتلىك سۆز.

جُمْلَةُ الْقَوْلِ: ئومۇملاشتۇرۇپ ئېيتقاندا، گەپ شۇ!

قُصَارَى الْقَوْلِ: گەپنىڭ قىسقىسى، بىر ئېغىز سۆز

بىلەن ئېيتقاندا.

مَا قَوْلُكَ؟: سىزنىڭ پىكرىڭىزچە قانداق؟

بِالْفِعْلِ وَ الْقَوْلِ: سۆز ۋە ھەرىكەت بىرلىكى.

«هَذَا قَوْلُ فُلَانٍ فِي الْمَوْضُوعِ»: بۇ، پالانىنىڭ ماۋزۇ توغرىسىدىكى پىكرى.

«أَعْطَى قَوْلَهُ فِي الْقَضِيَّةِ»: ئۇ داۋادا ئىسپات بەردى.

أَتَى بِالْقَوْلِ الْفَصْلِ: ھەل قىلغۇچ سۆزنى قىلدى.

«إِسْتَمَعَتِ الْمَحْكَمَةُ إِلَى أَقْوَالِ الشُّهُودِ»: سوت گۇۋاھچىلارنىڭ گۇۋاھلىق سۆزىنى ئاڭلىدى.

قَوْلَةٌ: مالىماتاڭ تولا گەپ قىلىدىغان ئادەم، ۋات-ۋات، سۆزمەن، گەپدان.

قَوْلَحَةٌ ج قَوَالِحُ: باشاق.

قُولَنْجٌ: بوغماق ئۈچەي ياللۇغى.

قَولُون. قُولُون: چەمبەر ئۈچەي، بوغماق ئۈچەي.

الْقُولُونُ الصَّاعِدُ: يۇقىرى كۆتۈرۈلگۈچى بوغماق ئۈچەي، ئۆرلىگۈچى چەمبەر ئۈچەي.

الْقُولُونُ الْمُعْتَرِضُ: توغرا بوغماق ئۈچەي، توغرا چەمبەر ئۈچەي.

الْقُولُونُ النَّازِلُ: تۆۋەنلىگۈچى بوغماق ئۈچەي، تۆۋەنگە چۈشكەن چەمبەر ئۈچەي.

قَوْمٌ ج أَقْوَامٌ: خەلق، مىللەت، ئامما، قوۋم، يۇقرا.

قَوْمُ الرَّجُلِ: كىشىنىڭ يېقىنلىرى.

قَوْمُهُ مِنْ بَنِي فُلَانٍ: پالانىنىڭ جەمەتى.

قَوْمَةٌ: جانلانماق، گۈللەنمەك، روھلانماق.

قَوْمِيٌّ ج قَوْمِيُّونَ: مىللىي، خەلقنىڭ، خەلققە مەنسۇپ.

عِيدٌ قَوْمِيٌّ: مىللىي بايرام.

زَعِيمٌ قَوْمِيٌّ: خەلقنىڭ داھىيسى.

قَوْمِيَّةٌ ج قَوْمِيَّاتٌ: خەلقچىللىق، مىللىيچىلىك، مىللەتچىلىك.

الْقَوْمِيَّةُ الْعَرَبِيَّةُ: ئەرەب مىللىتى.

قَوَّادٌ ج قَوَّادُونَ: يامان يولغا باشلىغۇچى؛ سولامچى.

قُوَّادُ الثَّوْرَةِ: ئىنقىلاب رەھبەرلىرى.

قَوَّاسٌ ج قَوَّاسَةٌ وَ قَوَّاسُونَ: ئوقيا ئاتقۇچى، ئوۋچى، ئوقيا ياسىغۇچى؛ مەرگەن، قاراۋۇل، مۇھاپىزەتچى.

قَوَّاطٌ: پادىچى.

قَوَّالٌ ج قُوَّلٌ: تولا گەپ قىلىدىغان ئادەم، ۋات-ۋات، سۆزمەن، گەپدان.

قَوَّبَ يُقَوِّبُ تَقْوِيبًا الْأَرْضَ: يەرنى كولىدى، قازدى.

قَوَّبَ الشَّجَرَةَ: دەرەخنى قومۇرۇۋالدى.

قَوَّتَ يُقَوِّتُ تَقْوِيتًا الشَّخْصَ: ئازراق ئوزۇقلاندۇردى.

قَوَّتَ الْفَقِيرَ: پېقىرغا تاماق بەردى.

قُوَّةٌ ج قُوًى وَ قُوَّاتٌ: كۈچ-قۇۋۋەت، قابىلىيەت، ئىقتىدار.

قُوَّةُ الْحِصَانِ: ئات كۈچى.

﴿خُذُوا مَا آتَيْنَاكُمْ بِقُوَّةٍ﴾ «قرآن»: بىز سىلەرگە بەرگەن كىتابنى مەھكەم تۇتۇڭلار.

الْقُوَّةُ الْعَامِلَةُ: ئەمگەك كۈچى.

قُوَّةٌ بَدَنِيَّةٌ: جىسمانىي كۈچ.

قُوَّةُ الْقَلْبِ: باتۇرلۇق، جەڭگىۋارلىق.

قُوَّةٌ آلِيَّةٌ: چىدام، تاقەت

قُوَّةٌ بَحْرِيَّةٌ: دېڭىز ئارمىيىسى.

قُوَّةٌ بَرِّيَّةٌ: قۇرۇقلۇق ئارمىيە.

قُوَّةٌ جَوِّيَّةٌ: ھاۋا ئارمىيىسى.

قُوَّةٌ عَسْكَرِيَّةٌ: ئەسكىرىي كۈچ، قوراللىق كۈچ.

قُوَّةٌ كَامِنَةٌ: يوشۇرۇن كۈچ.

قُوَّةٌ حَافِظَةٌ: ئەستە ساقلاش قابىلىيىتى.

قُوَّةُ الْكَهْرِبَاءِ: ئېلېكتر كۈچى.

الْقُوَّةُ الذَّرِّيَّةُ: ئاتوم كۈچى.

بِالْقُوَّةِ الْجَبْرِيَّةِ: زورلۇق بىلەن، مەجبۇرىي.

الْقُوَّاتُ الْإِنْتَاجِيَّةُ: ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى.

قُوَّةٌ جَاذِبَةٌ: تارتىش كۈچى.

الْقُوَّاتُ الْإِحْتِيَاطِيَّةُ: زاپاس كۈچلەر.

قُوَى إِقْتِصَادِيَّةٌ مُنْتِجَةٌ: ئىقتىسادىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى.

قُـوَي الـشَّرِّ وَالطُّغْيَـانِ: زۇلـــۇم ۋە ئــــستىبدات كۈچلىرى،زالىم ۋە مۇستەبىت كۈچلەر.

قَـوَّحَ يُقَـوِّحُ تَقْوِيْحًـا الْبَيْـتَ: ئـــۆيىنى ســـۈپۈردى، تازىلىدى.

قَوَّرَ يُقَوِّرُ تَقْوِيْرًا الـشَّيْءَ: نەرســىنىڭ ئوتتۇرىــسىدىن تۆشۈك ئاچتى، ئويۇپ ئالدى.

قَوَّرَ النَّحَّاتُ الْخَشَبَةَ: نەققاش ياغاچنى ئويدى.

قَوَّزَ يُقَوِّزُ تَقْوِيْزًا النَّبْتُ: ئۆسۈملۈك بولۇق بولدى.

قَوَّسَ يُقَوِّسُ تَقْوِيْسًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئەگدى.

قَوَّسَ الْمَرَضُ ظَهْرَ الْعَجُوْزِ: قېرى ئادەمنى كېسەللىك مۈكچەيتىۋەتتى.

قَوَّسَ سَقْفَ الْبَيْتِ: كېمەر ئۆي ياسىدى.

قَوَّسَ الْغُصْنُ: شاخ ئېگىلىپ كەتتى.

قَوَّضَ يُقَوِّضُ تَقْوِيْضًا الْبِنَاءَ: بىنانى بۇزدى، ۋەيران قىلدى.

قَوَّضَ الْوَحْدَةَ الْقَوْمِيَّةَ: مىللىي بىرلىكنى بۇزدى.

قَوَّضَـتِ الْمَـدَافِعُ كُلَّ الْعِمَـارَاتِ: زەمبــىرەك بــارلىق ئىمارەتلەرنى بۇزۇپ تاشلىدى.

قَـوَّطَ يُقَـوِّطُ تَقْوِيْطًـا عَلَيْهِ: ئۇنىڭغــا ســاختىپەزلىك قىلدى.

قَوَّلَ يُقَوِّلُ تَقْوِيْلًا غَيْرَهُ: باشقىلارغا تۆھمەت قىلدى، يالغاننى چاپلىدى؛ گەپ ئۆگەتتى.

قَوَّلَهُ الْحَقَّ: ئۇنى ھەق سۆزلەيدىغان قىلدى.

قَـوَّمَ يُقَـوِّمُ تَقْوِيْمًـا الـشَّيْءَ: نەرســـىنى تۈزلــــدى، توغرىلىدى.

قَوَّمَ الْمَتَاعَ: مالنى باھالىدى.

قَوَّمَهُ مِـنَ النَّـوْمِ: ئـــۇنى ئويغـــاتتى، ئۇيقـــۇدىن تۇرغۇزدى.

قَوَّمَ الطَّرِيْقَ: يولنى تۈزلىدى.

قَوَّةَ يُقَوِّهُ تَقْوِيْهًا: تولغىدى، ئاھ ئۇردى.

قَوَّهَهُ: ئۇنى سۆرەن سالدۇردى.

قَـوَّى يُقَـوِّي تَقْوِيَـةً الـشَّيْءَ: نەرســـىنى كـــۈچەيتتى، ئاجىز نەرسىنى كۈچلۈككە ئالماشتۇردى.

قَوَّى الْعَزْمَ: ئىرادىسىنى كۈچەيتتى، ئىلھام بەردى.

قَوَّاهُ: ئۇنى چىڭىتتى، مۇستەھكەملىدى.

«الْخَـطُّ يَقْـوَى بِـالتَّمْرِيْنِ الْمُتَوَاصِـلِ»: خەتتــــاتلىق داۋاملىق مەشىق قىلىش بىلەن يېتىلىدۇ.

قَوَّى الْحَائِطَ بِالْأَسْمِنْتِ: سېمونت بىـلەن تـامنى پۇختىلىدى.

قَـوَّى مَرْكَـزَهُ بِـالْإِدَارَةِ: ئىدارىـــسىدىكى ئـــورنىنى كۈچەيتتى.

«قَوَّى أَوَاصِرَ الصَّدَاقَةِ بَيْنَهُمْ»: ئۆزئـارا دوسـتلۇقنى چىڭىتتى.

قَـوِيَ يَقْـوَى قُـوَّةً: كۈچەيــدى، كۈچلــۈك بولــدى، چىدامـلىق بولدى.

قَوِيَ عَلَى الْأَمْرِ: ئىشقا قادىر بولدى.

قَوِيَ عَلَى الْمَرَضِ: ئـاغرىقنى يەڭـدى، بەرداشـلىق بەردى.

قَوِيَ الشَّكُّ: گۇمان كۈچەيدى.

قَوِيَ عَلَى الصُّعُودِ إِلَى الْجَبَلِ: تاغقا چىقالىدى.

قَـوِيَ يَقْـوَى قَـوًى: ئـاچلىق كۈچلـۈك بولـدى، ئـاچ قالدى.

قَـوِيَ الْمَطَـرُ: يــامغۇر توختـاپ قالــدى، يــامغۇر ياغالمىدى.

قَـوِيَ يَقْـوَى قِيًّـا وَ قَوَايَـةً الْمَكَانُ: جـاي چۆللـىشىپ قالدى، خارابلىشىپ قالدى.

قَوًى: ئاچ، ئاچلىق؛ چۆللۈك.

قَـوِيْمٌ ج قِيَـامٌ: تــۈز، ئوتتــۇرا ھــال، مۆتىــدىل؛ قەددى-قامەتلىك، زىلۋا بوي.

قَوِيْمُ السِّيْرَةِ: ئەخلاقى دۇرۇس.

الدِّيْنُ الْقَوِيْمُ: توغرا دىن، ئىسلام دىنى.

**رَأْيٌ قَوِيمٌ**: توغرا پىكىر.

**طَرِيقٌ قَوِيمٌ**: توز يول.

**قَوِيٌّ ج أَقْوِيَاءُ**: كۈچلۈك، قۇدرەتلىك، ئىقتىدارلىق.

**الْقَوِيّ**: ھەممىگە قادىر ئاللاھ.

﴿إِنَّ رَبَّكَ هُوَ الْقَوِيُّ الْعَزِيزُ﴾ «قرآن»: پەرۋەردىگارىڭ ھەقىقەتەن كۈچلۈكتۇر، غالىبتۇر.

«هُوَ رَجُلٌ قَوِيّ الْعَزِيمَةِ»: ئۇ ئىرادىسى كۈچلۈك ئادەم.

«سِيَاسِيٌّ قَوِيٌّ عَلَى إِسْكَاتِ خُصُومِهِ»: رەقىبلىرىنى ئېغىز ئاچۇرمايدىغان كۈچلۈك سىياسىيون.

**قِيَاءٌ**: قەي، ياندۇرۇش، قۇسۇش.

**قِيَادٌ ج أَقْوِدَةٌ**: چۇلۋۇر، تىزگىن.

**فُلَانٌ سَهْلُ الْقِيَادِ**: پالانى رايىش.

**قِيَادَةٌ ج قِيَادَاتٌ**: يېتەكلىمەك، رەھبەرلىك قىلماق، قوماندانلىق قىلماق، قوماندانلىق شتابى.

**قِيَادَةٌ عُلْيَا**: ئالىي قوماندانلىق شتابى.

«نَجَحَ الْحِزْبُ بِقِيَادَةِ فُلَانٍ»: پالانىنىڭ يېتەكچىلىكى بىلەن پارتىيە مۇۋەپپەقىيەت قازاندى.

**الْقِيَادَةُ الْعَامَّةُ لِلْجَيْشِ**: باش قوماندانلىق شتابى.

**مَجْلِسُ قِيَادَةِ الثَّوْرَةِ**: ئىنقىلابىي قوماندانلىق كومىتېتى.

**قِيَادِيٌّ**: قوماندانلىق، رەھبەرلىك، يېتەكچىلىك.

**مَرْكَزٌ قِيَادِيٌّ**: رەھبەرلىك ئورگىنى، قوماندانلىق شتابى.

**قِيَاسٌ**: مەغرۇرلۇق، گېدەيمەك.

**قِيَاسٌ ج قِيَاسَاتٌ وَ أَقْيِسَةٌ**: ئۆلچىمەك، سېلىشتۇرماق، قىياس قىلماق، ئۆلچەم، قائىدە.

**قِيَاسُ الرَّأْيِ الْعَامِ**: جامائەت پىكرىنى ئىگىلەپ كۆرۈش.

**قِيَاسًا عَلَى كَذَا. بِالْقِيَاسِ إِلَى كَذَا**: شۇنىڭغا سېلىشتۇرغاندا، شۇ بويىچە.

**قِيَاسِيٌّ**: قىياس قىلىنغان، ئۆلچەمگە توشىدىغان، قائىدىلىك، رەتلىك، نەزىرىيىۋى.

**رَقْمٌ قِيَاسِيٌّ**: رېكورت، يۇقىرى نەتىجە.

**قِيَاسِيًّا**: قائىدە بويىچە، قىياسەن.

«سَجَّلَ اللَّاعِبُ رَقْمًا قِيَاسِيًّا فِي الْأَهْدَافِ»: تەنھەرىكەتچى رېكورت ياراتتى.

**قِيَاضٌ**: باراۋەر، تەڭ، تەڭمۇتەڭ، ئۇدۇلمۇئۇدۇل.

**قِيَافَةٌ**: ئىزچىلىق كەسپى، شەكىل، قىياپەت، تاشقى كۆرۈنۈش، چىراي، سىرت.

**قِيَامٌ**: تۇرماق، ئورنىدىن تۇرماق، يۆلەنچۈك، تىرەك.

**قِيَامُ النَّسِيجِ**: ئۆرۈش يىپ.

﴿وَلَا تُؤْتُوا السُّفَهَاءَ أَمْوَالَكُمُ الَّتِي جَعَلَ اللهُ لَكُمْ قِيَامًا﴾ «قرآن»: ئاللاھ تىرىكچىلىكىڭلارنىڭ ئاساسى قىلغان ماللىرىڭلارنى ئەخمەقلەرگە تۇتقۇزۇپ قويماڭلار.

«كَانَ يَقُومُ اللَّيْلَ فَتَرَكَ قِيَامَ اللَّيْلِ» «حديث»: ئۇ كىشى كېچىسى تەھەججۇد نامىزى ئوقۇيتتى، كېيىن تەھەججۇد نامىزىنى تاشلاپ قويدى.

**قِيَامُ السَّاعَةِ**: قىيامەت كۈنى.

**قِيَامَةٌ**: ھامىي بولماق، ھامىيلىق قىلماق، ۋەسىيلىك قىلماق؛ قىيامەت؛ قالايمىقانچىلىق، پاراكەندىچىلىك.

**قِيَامَةُ الْأَمْوَاتِ**: ئۆلۈكلەرنىڭ قايتا تىرىلىشى.

**يَوْمُ الْقِيَامَةِ**: قىيامەت كۈنى

﴿فَاللهُ يَحْكُمُ بَيْنَكُمْ يَوْمَ الْقِيَامَةِ فِيمَا كُنْتُمْ فِيهِ تَخْتَلِفُونَ﴾ «قرآن»: ئاللاھ قىيامەت كۈنى سىلەر ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلەر ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىدۇ.

قَامَتْ قِيَامَتُهُ: غەزىپى تاشتى.

سُورَةُ الْقِيَامَةِ: قۇرئان كەرىمدىكى قىيامەت سۈرىسى.

قَيْءٌ: قەي، ياندۇرۇش، قۇسۇق، قەي قىلىش.

قَيْءُ الْوَحْمَى: سېزىك قۇسۇقى.

قِيْتٌ ـ قِيْتَةٌ: يېمەكلىك، ئوزۇقلۇق، رىزىق، تۆئمە.

قِيْتَارٌ ج قِيْتَارَاتٌ: گىتار.

قِيْثَارٌ وَ قِيْثَارَةٌ ج قَيَاثِيْرُ قِيْثَارَاتٌ: گىتار.

قِيْثَارَةٌ إِلِيكْتِرُونِيَّةٌ: ئېلېكترونلۇق گىتار.

قَيْحٌ ج قُيُوحٌ: يىرىڭ، زەرداپ.

قَيْحِيٌّ: يىرىڭلىق.

قَيْدٌ ج قُيُودٌ وَ أَقْيَادٌ: كىشەن، كويزا، سىرتماق؛ تانا، شەرت.

قَيْدُ الْأَسْنَانِ: چىش مىلىكى.

بِلَا قَيْدٍ: شەرتسىز.

طَلِيْقٌ مِنْ كُلِّ قَيْدٍ: ھەرقانداق چەكلىمىدىن خالىي.

فُلَانٌ مَازَالَ عَلَى قَيْدِ الْحَيَاةِ: پالانى ھېلىمۇ ھايات.

عَلَى قَيْدِ الْبَصَرِ: ئوكاي كۆرگىلى بولىدىغان.

الْمَوْضُوعُ قَيْدَ الدَّرْسِ: ماۋزۇ مۇھاكىمە قىلىنىۋاتىدۇ.

قُيُودُ الْإِنْتِخَابِ: سايلامنىڭ شەرتلىرى.

قِيْدٌ: ئۆلچەم، مۆلچەر، مىقدار، سان، مۇساپە.

«لَمْ يَتَزَحْزَحْ عَنْ رَأْيِهِ قِيْدَ شَعْرَةٍ»: ئۆز پىكرىدىن قىلچىمۇ يانمىدى.

قَيْدَامٌ: ئالدىغا ئۆتۈپ كەتكەن، ئىلگىرىلەپ كەتكەن.

قَيْدُومٌ: ئىلگىرىلەپ كەتكۈچى، ئالدىغا ئۆتۈپ كەتكۈچى.

قَيْدُومُ الْجَبَلِ: تاغ ئۇمشۇقى.

قَيْدِيٌّ: تىزىملىغۇچى، رويخەتكە ئالغۇچى.

قِيْرٌ: قارىماي.

قِيْرَاطٌ ج قَرَارِيطٌ: بارماق كەڭلىكى، 2.83 سانتىمېتىرغا تەڭ.

قِرْمِيْدٌ: كەج.

قَيْرَوَانٌ ج قَيْرَوَانَاتٌ: كارۋان؛ زور قوشۇن؛ يىلقا.

قَيْسٌ: مەغرۇرلۇق، گېدەيمەك.

قِيْسَارِيَّةٌ: كۆرگەزمىخانا، يەرمەنكە.

قَيْسَرِيٌّ ج قَيَاسِرُ وَ قَيَاسِرَةٌ: كۈچلۈك، قۇدرەتلىك، چوڭ، ئۇلۇغ، قەيسەر.

قَيْسُونِيٌّ: كۆلچەك.

قِيْشَانِيٌّ: گۈللۈك خىش، فارفور قاچا- قۇچىلار.

قِيْصَارِيَّةٌ: كۆرگەزمىخانا، يەرمەنكە.

قَيْصَانَةٌ: بىر خىل بېلىق.

قَيْصَرٌ ج قَيَاصِرَةٌ: رۇم پادىشاھلىرىنىڭ ئاتىلىشى.

قَيْصَرُ الرُّوسِ: چار پادىشاھ.

قَيْصَرِيٌّ: خانلىق، پادىشاھلىق.

قَيْصَرِيَّةٌ: ئۈستى يېپىق بازار.

الْعَمَلِيَّةُ الْقَيْصَرِيَّةُ (للتوليد): بالىياتقۇ ئوپېراتسىيىسى، قورساقنى يېرىپ بالىنى ئېلىش ئوپېراتسىيىسى.

قَيْضٌ: تۇخۇم شاكىلى؛ باراۋەر، تەڭ.

قَيْطُوسٌ: كىت.

قَيْظٌ ج أَقْيَاظٌ: قاتتىق ئىسسىق، تومۇز.

غُرَابُ الْقَيْظِ: قارا قاغا.

أَتَى فِي قَيْظِ النَّهَارِ: ئىسسىق قايناخاندا كەلدى.

قِيْلٌ: سۆز، كالام، جاۋاب.

﴿لَا يَسْمَعُونَ فِيهَا لَغْوًا وَلَا تَأْثِيمًا إِلَّا قِيلًا سَلَامًا سَلَامًا﴾ «قرآن»: ئۇلار جەننەتتە بىھۇدە ۋە يالغان سۆزلەرنى ئاڭلىمايدۇ، پەقەت سالام! سالام سۆزىنىلا ئاڭلايدۇ.

قَيْلٌ ج أَقْيَالٌ: جاھىلىيەت دەۋرىدىكى يەمەن پادىشاھلىرىنىڭ لەقىمى، ئاتىلىشى.

قِيْلَةٌ مَائِيَّةٌ: ئۇرۇقدان خالتىسىدىكى سۇلۇق ئىششىق.

قَيْلُولَةٌ: چۈشلۈك ئۇيقۇ، چۈشلۈك دەم ئېلىش.

**قِيمَةٌ ج قِيَمٌ**: مىقدار، نەرسىنىڭ قىممىتى، ئومۇمىي سانى.

**قِيمَةٌ إِسْمِيَّةٌ**: بەلگىلەنگەن باھا.

**الْقِيمَةُ الْحَالِيَّةُ**: ھازىرقى باھا، بازار باھاسى.

**الْقِيمَةُ الزَّائِدَةُ**: قوشۇمچە باھا.

**ذُو قِيمَةٍ**: قىممەت، قىممەتلىك.

**لَا قِيمَةَ لَهُ**: ئۇنىڭ قىممىتى يوق، ئەھمىيەتسىز.

**الْقِيَمُ الثَّقَافِيَّةُ**: مەدەنىي قىممەتلەر.

**قَيْنٌ ج أَقْيَانٌ وَ قُيُونٌ**: تۆمۈرچى؛ قۇل.

**قَيْنَةٌ ج قِيَانٌ**: دېدەك، چۆرە؛ ناخشىچى ئايال؛ گىرىمچى ئايال.

**قُيُودَاتٌ**: ئەنزە، ئىش، ۋەقە، دىلو، ئارخىپ، تىزىملاش دەپتىرى.

**قَلَمُ قُيُودَاتٍ**: تىزىمغا ئالدۇرۇش ئورنى.

**كَاتِبُ قُيُودَاتٍ**: تىزىملىغۇچى، رويخەتكە ئالغۇچى.

**قَيَّارٌ**: قارىماي ياتقۇزغۇچى، قارىماي ئىگىسى.

**قَيَّاسٌ ج قَيَّاسُونَ**: ئۆلچىگۈچى، ئۆلچەش خادىمى.

**قَيَّاسُ الْأَرَاضِي**: يەر ئۆلچىگۈچى.

**قَيَّافٌ**: ئەگەشكۈچى، ئىز قوغلىغۇچى، پايلاقچى.

**قَيَّالَةٌ**: چۈش، چۈش ۋاقتى.

**قَيَّامٌ**: باشقۇرغۇچى، مەڭگۈ ھايات.

**قَيَّأَ يُقَيِّئُ تَقْيِئَةً هُ**: قەي قىلدۇردى.

«**قَيَّأَتِ الْأُمّ ابْنَهَا لِأَنَّهُ شَرِبَ سَائِلًا مُضِرًّا**»: ئوغلى زىيانلىق ئىچىملىك ئىچكەنلىكى ئۈچۈن ئانىسى ئۇنى قەي قىلدۇردى.

**قَيَّحَ يُقَيِّحُ تَقْيِيحًا الْجُرْحُ**: يارا يىرىڭداپ قالدى.

**قَيَّدَ يُقَيِّدُ تَقْيِيدًا الرَّجُلَ**: كىشىنىڭ پۇتىغا كىشەن سالدى، چۈشىدى.

**قَيَّدَ الشَّيْءَ فِي دَفْتَرٍ**: نەرسىنى دەپتەرگە يازدى، تىزىملىدى.

«**قَيَّدَ اسْمَهُ فِي قَائِمَةِ النَّاخِبِينَ**»: ئۇ ئىسمىنى سايلىغۇچىلار تىزىملىكىگە تىزىملاتتى.

**قَيَّدَ حُرِّيَّتَهُ**: ئۇنىڭ ئەركىنلىكىنى بوغدى.

**قَيَّدَ أَفْكَارَهُ**: پىكىرلىرىنى خاتىرىلىدى.

**قَيَّدَ الْعَقْدَ بِشُرُوطٍ**: بىرقانچە شەرتلەر بىلەن توختام تۈزدى.

**قَيِّدٌ**: ياۋاش، ئىتائەتچان، كۆنگەك.

**قَيَّرَ يُقَيِّرُ تَقْيِيرًا السَّفِينَةَ**: كېمىگە قارىماي سۈركىدى.

**قَيَّشَ يُقَيِّشُ تَقْيِيشًا الْمُوسَى**: ئۇستىرىنى بىلىدى، كايىلىدى.

**قَيَّضَ يُقَيِّضُ تَقْيِيضًا**: تەيىنلىدى، بەلگىلىدى، بېكىتتى.

«**قَيَّضَ اللهُ لَهُمْ حَاكِمًا عَادِلًا**»: ئاللاھ ئۇلارغا ئادىل ھۆكۈمرانىنى بېكىتىپ بەردى.

﴿**وَقَيَّضْنَا لَهُمْ قُرَنَاءَ**﴾ «قرآن»: ئۇلارغا بىز (شەيتانلاردىن) دوستلارنى مۇسەللەت قىلدۇق.

«**مَا أَكْرَمَ شَابٌّ شَيْخًا لِسِنِّهِ إِلَّا قَيَّضَ اللهُ لَهُ مَنْ يُكْرِمُهُ عِنْدَ سِنِّهِ**» «حديث»: بىرەر ياش ياشانغان كىشىنى ھۆرمەتلەيدىكەن، ئاللاھ ئۇنىڭغا، ئۇ كىشىنىڭ يېشىغا بارغاندا ئۇنى ھۆرمەتلەيدىغان بىر كىشىنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىدۇ.

**قَيْظٌ**: قاتتىق ئىسسىق، تومۇز.

**قَيَّفَ يُقَيِّفُ تَقْيِيفًا أَثَرَهُ**: ئۇنىڭ ئىزىدىن ئەگەشتى، ئىزىغا چۈشتى.

**قَيَّلَ يُقَيِّلُ تَقْيِيلًا**: ئۇنى ئۇخلاتتى.

«**قَيَّلَهُ فِي مَنْزِلِهِ الصَّيْفِيِّ عَلَى شَاطِئِ الْبَحْرِ**»: ئۇنى دېڭىز ساھىلىدىكى يازلىق داچىسىدا چۈشلۈك دەم ئالدۇردى.

**قَيَّمَ يُقَيِّمُ تَقْيِيمًا الشَّيْءَ**: نەرسىنىڭ قىممىتىنى باھالىدى.

**قَيِّمٌ**: تۈز، رۇس؛ ۋەكىل، ھامىي، ۋەسىي، گۇماشتا.

قَيِّمٌ عَلَى فُلَانٍ: پالانىنىڭ قوغدىغۇچىسى.

كُتُبٌ قَيِّمَةٌ: قىممەتلىك كىتابلار.

﴿وَذَلِكَ دِينُ الْقَيِّمَةِ﴾ ‹قۇرئان›: ئەنە شۇ توغرا دىندۇر.

قَيِّمٌ ج قَيِّمُونَ: باشلىق، مەسئۇل.

قَيِّمُ الْمَدْرَسَةِ: مەكتەپ مۇدىرى.

قَيِّمُ الْجَمَاعَةِ: كوللېكتىپنىڭ مەسئۇلى.

قَيَّنَ يُقَيِّنُ تَقْيِيْنًا غَيْرَهُ: ياساندۇردى، بېزىدى، گىرىم قىلدى، پەردازلىدى.

قَيُّومٌ: باشقۇرغۇچى؛ مەڭگۈ ھايات.

الْقَيُّومُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، بەندىلەرنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى ئاللاھ دېگەن مەنىدە.

﴿اللهُ لَا إِلَهَ إِلَّا هُوَ الْحَيُّ الْقَيُّومُ﴾ ‹قۇرئان›: ئاللاھدىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، ئاللاھ ھەمىشە تىرىكتۇر، مەخلۇقاتنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر.

# ك

ك ‹كاف›: ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ 22 ـ ھەرپى بولۇپ، ئەبجەد ھېسابىدا «20» نى كۆرسىتىدۇ.

ك: (ئەرلىك جىنسى كاتېگورىيىسىدىكى يەككە ئالماش) ساڭا، سېنىڭ دېگەنلەرگە ئوخشاش، مەسىلەن، «أُسَاعِدُكَ»: مەن ساڭا ياردەم قىلىمەن.

أَحْتَرِمُكَ: مەن سېنى ھۆرمەتلەيمەن.

كِتَابُكَ: سېنىڭ كىتابىڭ.

ك (حَرْفُ جَرٍّ لِلتَّشْبِيهِ): ئوخشاشلىق قوشۇمچىسى بولۇپ، دەك، تەك، ئوخشاش قاتارلىق مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: «زَيْدٌ كَالْأَسَدِ» زەيد يولۋاسقا ئوخشاش.

كَالْعَادَةِ: ئادەتتىكىدەك.

ك: شۇنداق، شۇنىڭدەك دېگەن مەنىلەردە كېلىدۇ. مەسىلەن، «كذالك» شۇنىڭدەك، شۇنىڭغا ئوخشاش.

كَمَا قَالَ: ئۇ ئېيتقاندەك، ئۇنىڭ دېگىنى بويىچە.

ك (حَرْفُ جَرٍّ لِلتَّأْكِيدِ): تەكىتلەش مەنىسىدە كېلىدۇ.

﴿لَيْسَ كَمِثْلِهِ شَيْءٌ﴾ ‹قرآن›: ھېچ شەيئى ئاللاھقا ئوخشاش ئەمەستۇر.

﴿مَا وَدَّعَكَ رَبُّكَ وَمَا قَلَى﴾ ‹قرآن›: (ئى مۇھەممەد!) پەرۋەردىگارىڭ سېنى تاشلىۋەتكىنىمۇ يوق، يامان كۆرۈپ قالغىنىمۇ يوق.

إِحْفَظِي دَرْسَكِ: دەرسىڭنى يادلا.

كَاءَ يَكُوءُ كَوْأً عَنْهُ: قورقۇپ كەتتى، ئەيمەندى.

كَاءٌ . كَاءَةٌ: قورقۇنچاق.

كَابَ يَكُوبُ كَوْبًا الشَّخْصُ: (نەرسىنى) ئىستاكاندا ئىچتى.

كَابِحٌ ج كَوَابِحُ: بويسۇندۇرغۇچى، باستۇرغۇچى، تىنچىتقۇچى.

بِلَاكَابِحٍ: توسالغۇسىز، ھېچ توسالغۇغا ئۇچرىماي.

كَابَدَ يُكَابِدُ مُكَابَدَةً وَ كِبَادًا: چىدىدى، بەرداشلىق بەردى.

كَابَدَ الْأَمْرَ: ئىشنىڭ قىيىنچىلىقىنى تارتتى.

كَابَدَ الْجُوعَ: ئاشلىق ئازابىنى تارتتى.

كَابَدَ الْمُسَافِرُ اللَّيْلَ: قارامىلىق بىلەن كېچىدە يول يۈردى.

كَابِدٌ: جاپاكەش، مۇشەققەت چەككۈچى، قىيىنچىلىققا ئۇچرىغۇچى.

كَابَرَ يُكَابِرُ مُكَابَرَةً: كاجلىق قىلدى، قارشىلاشتى.

كَابَرَ فِي الْمَحْسُوسِ الْمُشَاهَدِ: ئوپئوچۇق نەرسىدىمۇ كاجلىق قىلدى.

كَابِرٌ: چوڭ، ئۇلۇغ، مەرتىۋىلىك.

هُوَ كَابِرُ قَوْمِهِ: ئۇ قوۋمىنىڭ چوڭى، ئاقساقىلى.

وَرِثَ الْمَجْدَ كَابِرًا عَنْ كَابِرٍ: شان-شەرەپ ئاتا-بوۋىسىدىن قالغان.

«يُرْجَعُ إِلَى الْكَابِرِ فِي شَتَّى الْأُمُورِ»: تۈرلۈك ئىشلاردا بوۋىغا مۇراجىئەت قىلىنىدۇ.

كَابَلَ يُكَابِلُ مُكَابَلَةً الدَّيْنَ: قەرزنى كېچىكتۈردى، ئارقىغا سوزدى.

كَابِلِيٌّ: پالساندىر ياغىچى (بەزى تروپىك بەلۋاغ دەرەخلىرىنىڭ قاتتىق، قىممەت باھالىق ياغىچى).

كَابُوسٌ ج كَوَابِيسُ: قارا بېسىش، يامان چۈش.

كَابُولٌ ج كَوَابِلُ: تور (ئوۋچىنىڭ)، قىلتاق.

كَابٌ: نورسىز، رەڭسىز، خۇنۇك.

كَاتَبَ يُكَاتِبُ مُكَاتَبَةً: خەت ـ ئالاقە قىلىشىپ تۇردى.

كَاتَبَهُ مُدَّةً طَوِيلَةً: ئۇنىڭ بىلەن ئۇزاق مۇددەت خەت ـ ئالاقە قىلىشتى.

كَاتَبَ السَّيِّدُ عَبْدَهُ: خوجايىنى قولى بىلەن مۇئەييەن مىقداردا پۇل تۆلەش بەدىلىگە ئۇنى ئازاد قىلىش توختامى تۈزدى.

﴿فَكَاتِبُوهُمْ إِنْ عَلِمْتُمْ فِيهِمْ خَيْرًا﴾ «قرآن»: ئەگەر ئۇلارنىڭ سادادىقتىنى بايقىساڭلار، توختام تۈزۈڭلار.

كَاتِبٌ ج كُتَّابٌ: ئاپتور، يازغۇچى، كۆچۈرگۈچى.

كَاتِبُ حِسَابَاتٍ: بوغالتىر.

﴿وَلْيَكْتُبْ بَيْنَكُمْ كَاتِبٌ بِالْعَدْلِ﴾ «قرآن»: ئاراڭلاردىكى خەت بىلىدىغان كىشى ئادىللىق بىلەن يازسۇن.

كَاتِبُ الْعُقُودِ الرَّسْمِيَّةِ: جامائەت گۇۋاھلىقى بېجىرگۈچى.

كَاتِبٌ عَلَى آلَةِ الْكَاتِبَةِ: خەت ئۇرغۇچى، ماشىنىست.

كَاتِبٌ قِصَصِيٌّ: ھېكايە، رومان يازغۇچى.

إِتِّحَادُ الْكُتَّابِ الْعَرَبِ: ئەرەب يازغۇچىلار بىرلەشمىسى.

كَاتِبٌ ج كَتَبَةٌ: سېكرېتار.

كَاتِبُ الْمَحْكَمَةِ: سوت كاتىپى.

رَئِيسُ الْكَتَبَةِ: باش كاتىپ.

كَاتِبَةٌ ج كَاتِبَاتٌ: ئايال يازغۇچى.

آلَةٌ كَاتِبَةٌ: خەت ئۇرۇش ماشىنىسى.

هِيَ مِنَ الْكَاتِبَاتِ الْمَشْهُورَةِ: ئۇ ئايال داڭلىق يازغۇچى.

كَاتَمَ يُكَاتِمُ مُكَاتَمَةً: يوشۇردى، سىر ساقلىدى.

كَاتَمَهُ الْعَدَاوَةَ: ئاداۋەت ساقلىدى، قورسىقىدا غۇم ساقلىدى.

كَاتِمٌ ج كَاتِمُونَ: يوشۇرغۇچى.

كَاتِمُ السِّرِّ: سىر ساقلىغۇچى، مەخپىيەتلىكنى ساقلىغۇچى؛ سېكرېتار.

مُسَدَّسٌ كَاتِمٌ لِلصَّوْتِ: ئاۋازسىز تاپانچا.

كَاثَرَ يُكَاثِرُ مُكَاثَرَةً: ئارتىپ كەتتى، ئېشىپ كەتتى، ھالقىپ كەتتى.

كَاثِمٌ: توم.

كَاثُولِيكِيٌّ ج كَاثُولِيكٌ: كاتولىك دىنىغا ئېتىقاد قىلغۇچى.

كَاحَ يَكُوحُ كَوْحًا الشَّيْءَ: كۆمدى، (سۇغا) چىلىدى.

كَاحٌ ج أَكْيَاحٌ: تاغ باغرى.

كَاحِبٌ: نۇرغۇن، كۆپ.

مَالٌ كَاحِبٌ: كۆپ مال.

كَاحِطٌ ج كَوَاحِطُ: قۇرغاق، قۇرغاق يىل.

كَاحِلٌ ج كَوَاحِلُ: بېغىش.

كَاحِلُ الْقَدَمِ: ئوشۇق.

كَاخِيَةٌ ج كَوَاخٍ: ۋالىينىڭ كاتىپى، سېكرېتار.

كَادَ يَكَادُ كَوْدًا وَ مَكَادًا وَ مَكَادَةً: ئازلا قالدى، يېقىن قالدى، تاس قالدى.

كَادَ أَنْ يَمُوتَ: ئۆلگىلى تاس قالدى.

﴿يَكَادُ الْبَرْقُ يَخْطَفُ أَبْصَارَهُمْ﴾ «قرآن»: چاقماق چاققاندا ئۇلار كۆزلىرىدىن ئايرىلىپ قالغىلى تاس قالدۇ.

كَادَ يَمُوتُ فِي الْحَادِثِ: ۋەقەدە ئۆلگىلى تاس قالدى.

«هَذَا الْمَوْضُوعُ لَا يَكَادُ يَأْخُذُ مِنْ وَقْتِي شَيْئًا»: بۇ ماۋزۇ ئازراق ۋاقتىمنىمۇ ئالمايدۇ.

كِدْتُ أَنْسَاهَا: ئۇنتۇپ قالاي دەپ قالدىم.

كَادَ يَكُودُ كَوْدًا وَ مَكَادًا فُلَانًا عَنِ الشَّيْءِ: توسۇدى، چەكلىدى.

كَادَ بِنَفْسِهِ: جان پىدا قىلدى.

كَادَ يَكِيدُ كَيْدًا: ئالدىدى، ئالدامچىلىق قىلدى، ھىيلە ئىشلەتتى، ھىيلىگەرلىك قىلدى.

كَادَهُ: ئوغىسىنى قايناتتى.

كَادَ لَهُ: ئۇنىڭغا قەست قىلدى.

كَادَ لِعَدُوِّهِ: دۈشمىنىنى پەللىدى.

﴿إِنَّهُمْ يَكِيدُونَ كَيْدًا﴾ ‹قۇرئان›: ئۇلار ھەقىقەتەن ھىيلە-مىكىر ئىشلىتىدۇ.

«فُلَانٌ يَكِيدُ أَمْرًا مَا أَدْرِي مَا هُوَ»: پالانى بىر ئىشنى پىلانلاۋاتىدۇ، ئۇنىڭ نېمە ئىش ئىكەنلىكىنى بىلمەيمەن.

كَادِحٌ ج كَادِحُونَ: مېھنەتكەش، جاپاكەش، تىرىشچان.

﴿يَاأَيُّهَا الْإِنْسَانُ إِنَّكَ كَادِحٌ إِلَى رَبِّكَ كَدْحًا فَمُلَاقِيهِ﴾ ‹قۇرئان›: ئى ئىنسان! سەن ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىڭغا مۇلاقات بولغىنىڭغا قەدەر (ئۆز ئىشىڭدا) سەئيى ئىجتىھاد قىلىسەن.

الْعُمَّالُ الْكَادِحُونَ: ئەمگەكچان ئىشچىلار.

«تَحْسِينُ وَضْعِ الطَّبَقَاتِ الْكَادِحَةِ»: ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ ئەھۋالىنى ياخشىلاش.

كَادِهٌ ج كُدَّهٌ: سۇندۇرغۇچى، چاققۇچى.

كَادِيَةٌ ج كَوَادٍ: زامانىنىڭ بالايىئاپەتلىرى.

كَاذِبٌ ج كَذَبَةٌ وَ كَاذِبُونَ وَ كُذَّابٌ وَ كُذُبٌ م كَاذِبَةٌ ج كَاذِبَاتٌ وَ كَوَاذِبُ: يالغانچى.

﴿إِنَّ اللهَ لَايَهْدِي مَنْ هُوَ كَاذِبٌ كَفَّارٌ﴾ ‹قۇرئان›: ئاللاھ ھەقىقەتەن يالغانچىنى، كۇفرىلىق قىلغۇچىنى ھىدايەت قىلمايدۇ.

أَمَلٌ كَاذِبٌ: قۇرۇق ئارزۇ.

بَلَاغٌ كَاذِبٌ: خاتا دوكلات، خاتا مەلۇمات.

﴿إِذَا وَقَعَتِ الْوَاقِعَةُ لَيْسَ لِوَقْعَتِهَا كَاذِبَةٌ﴾ ‹قۇرئان›: قىيامەت قايىم بولغان چاغدا ھېچ ئادەم ئۇنى ئىنكار قىلالمايدۇ.

كَاذٍ (الكَاذِيْ): قىزىل.

كَارَ يَكُورُ كَوْرًا العِمَامَةَ: سەللە يۆگىدى.

كَارَ الأَرْضَ: يەرنى كولىدى.

كَارَ يَكِيرُ كِيَارًا الفَرَسُ: ئات قۇيرۇقىنى كۆتۈرۈپ چاپتى.

كَارَةٌ ج كَارَاتٌ: باغلام، تۇتام، دەستە.

كَارِثٌ ج كَوَارِثُ: بالايىئاپەت، پاجىئە.

إِنَّهُ لَأَمْرٌ كَارِثٌ: ئۇ ئەلۋەتتە كۆڭۈلسىز بىر ئىش.

كَارِثَةٌ ج كَوَارِثُ: بالايىئاپەت، ئېغىر ھادىسە، بالا-قازا، بەختسىزلىك.

كَارِثَةُ الزِّلْزَالِ: يەر تەۋرەش ئاپىتى.

ضَحَايَا الْكَوَارِثِ الطَّبِيْعِيَّةِ: تەبىئىي ئاپەت قۇربانلىرى.

كَارِزٌ: دىن تارقاتقۇچى، مىسسىئونېر.

كَادَمَ يُكَادِمُ مُكَادَمَةً: سېخىي بولدى، مەرد بولدى، مۇكاپات بەردى.

«كَادَمَ الأَبُ إِبْنَتَهُ بِكِتَابٍ تَشْجِيْعًا لَهَا عَلَى نَجَاحِهَا»: ئاتا قىزىنىڭ مۇۋەپپەقىيەت قازانغانلىقى يۈزىسىدىن ئۇنى ئىلھاملاندۇرۇش ئۈچۈن بىر كىتاب بىلەن مۇكاپاتلىدى.

كَارِهٌ ج كَارِهُونَ: بىزار بولغۇچى، يىرگەنگۈچى.

«يَجِبُ أَنْ تَفْعَلَ ذَالِكَ طَائِعًا أَوْ كَارِهًا»: سەن بۇ ئىشنى ئىختىيارى ياكى مەجبۇرىي قىلىشىڭ كېرەك.

كَارَى يُكَارِي مُكَارَاةً: ئىجارىگە بەردى.

كَازَ يَكُوزُ كَوْزًا: (نەرسىنى) تۇتقۇچلۇق ساپال قاچىدا ئىچتى.

كَازَ الشَّيْءَ: يىغدى، توپلىدى.

كَاسَ يَكُوسُ كَوْسًا الشَّخْصُ: بىر پۇتى بىلەن ماڭدى.

كَاسَ الْحَيَوَانُ: ھايۋان ئۈچ پۇتى بىلەن ماڭدى.

كَاسَ الشَّخْصُ فِي الْبَيْعِ: باھانى چۈشۈردى.

كَاسَ يَكِيسُ كَيْسًا وَ كِيَاسَةً الغُلَامُ: يىگىت زېرەك

بولدى، چىچەن بولدى، ئەقىللىق بولدى.

**كَأْسٌ ج كُؤُوسٌ**: قەدەھ، پىيالە.

**كَاسِبٌ**: پايدىغا ئېرىشكۈچى، غەلىبە قازانغۇچى، پايدا قازانغۇچى.

**كَاسَةٌ ج كَاسَاتٌ**: قەدەھ، رومكا، جام.

**كَاسِحٌ**: سۈپۈرگۈچى، تازىلىغۇچى.

**كَاسِحَةُ الْأَلْغَامِ**: مىنا تازىلىغۇچى پاراخوت.

**كَاسِدٌ**: كاسات، كاسات بولغۇچى.

**سُوقٌ كَاسِدَةٌ**: كاسات بازار.

**كَاسِرٌ ج كُسَّرٌ**: قارا قۇش؛ بۇزغۇنچى، تارمار قىلغۇچى، بۈركۈت، تازقارا، قارچىغا، قۇرغۇي.

**كَاسِرُ الْأَضْرَاسِ**: ئىشچىلار ئاسىيسى، ئىشچىلار خائىنى.

**كَاسِرٌ م كَاسِرَةٌ ج كَاسِرَاتٌ و كَوَاسِرُ**: يىرتقۇچ قۇش، تازقارا، غىجىرسالۋا، تاپقۇش.

**كَاسِفٌ**: قورقۇنچلۇق، ۋەھىمىلىك.

**يَوْمٌ كَاسِفٌ**: قورقۇنچلۇق كۈن.

**كَاسِفٌ ج كَاسِفُونَ**: غەمكىن، قايغۇلۇق؛ قاراڭغۇ، زۇلمەت، يوشۇرۇن، يېپىق.

**رَجُلٌ كَاسِفٌ**: غەمناك ئادەم.

**هُوَ كَاسِفُ الْبَالِ**: قايغۇلۇق، مەيۈس، غەمكىن، دەرد ـ ئەلەملىك.

**كَاسِفُ الْوَجْهِ**: قاپىقى تۈرۈك، خاپا، خاموش، غەمكىن.

**كَاسْكَتَةٌ ج كَاسْكَتَاتٌ**: باش كىيىم.

**كَاسٍ ج كُسَاةٌ**: كىيىم كىيىۋالغان، يالىڭاچ ئەمەس.

**كَاشَ يَكُوشُ كَوْشًا عَنْهُ**: قورقۇپ كەتتى، چۆچۈپ كەتتى، مەيتۇن بولدى.

**كَاشَحَ يُكَاشِحُ مُكَاشَحَةً**: مەسخىرە قىلىشتى، مازاق قىلىشتى، مازاق قىلىپ كۈلۈشتى.

**كَاشَحَ فُلَانًا بِالْعَدَاوَةِ**: دۈشمەنلەشتى، ئاداۋەتلەشتى.

**كَاشِحٌ ج كَاشِحُونَ**: يوشۇرۇن دۈشمەن، ئاداۋەت ساقلىغۇچى.

**كَاشِدٌ**: تىرىكچىلىك ئۈچۈن جاپا چېكىپ ئىشلىگۈچى.

**كَاشَفَ يُكَاشِفُ مُكَاشَفَةً**: ئۇقتۇردى، ئۇقتۇرۇپ قويدى، بىلدۈرۈپ قويدى.

**كَاشَفَهُ بِالْعَدَاوَةِ**: دۈشمەنلىكنى ئاشكارىلاپ قويدى.

**كَاشَفَهَا بِحُبِّهِ لَهَا**: ئۇنىڭغا مۇھەببەت ئىزھار قىلدى.

**كَاشِفٌ كَاشِفُونَ و كَشَفَةٌ**: ئاشكارىلىغۇچى، پاش قىلغۇچى، ئېچىپ تاشلىغۇچى، كەشىپ قىلغۇچى، كەشپىياتچى.

**﴿وَإِن يَمْسَسْكَ اللَّهُ بِضُرٍّ فَلَا كَاشِفَ لَهُ إِلَّا هُوَ﴾** ‹قرآن›: ئەگەر ئاللاھ ساڭا بىرەر كۈلپەت يەتكۈزسە، ئۇنى ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم كۆتۈرۈۋېتەلمەيدۇ.

**زَوْرَقٌ كَاشِفٌ لِلْأَلْغَامِ**: مىنا تازىلىغۇچى قېيىق.

**كَاشِفٌ ج كُشَّافٌ**: رايون باشلىقى، ئۆلكە باشلىقى.

**كَاشِفَةٌ**: قۇتۇلدۇرغۇچى.

**﴿أَزِفَتِ الْآزِفَةُ لَيْسَ لَهَا مِن دُونِ اللَّهِ كَاشِفَةٌ﴾** ‹قرآن›: قىيامەت يېقىنلاشتى، ئۇنىڭغا ئاللاھتىن باشقا كەشىپ قىلغۇچى يوق.

**كَاشِفَةٌ ج كَوَاشِفُ**: خىمىيىدىكى تەجرىبە قىلىش دورىلىرى؛ رەسۋالىق.

**كَاصَ يَكِيصُ كَيْصًا وَكَيَصَانًا و كُيُوصًا**: تېز ماڭدى، ئالدىرىدى.

**كَاصَ الرَّجُلُ عَنِ الشَّيْءِ**: ئاجىز كەلدى.

**كَاصَ الطَّعَامَ**: تاماقنى يالغۇز يېدى.

**كَاظِمٌ ج كُظَّامٌ**: سۈكۈت قىلغۇچى، غەزىپىنى بېسىۋالغۇچى.

**﴿وَالْكَاظِمِينَ الْغَيْظَ وَالْعَافِينَ عَنِ النَّاسِ﴾** ‹قرآن›: ... ئاچچىقىنى يۇتىدىغانلار، كىشىلەرنى

كەچۈرىدىغانلار...

كَاظِمَةٌ ج كَظَائِمُ: تىرموس، چايدان.

كَاظٍ م كَاظِيَةٌ: قۇرغاق يەر.

كَاعَ يَكِيعُ كَيْعًا و كُيُوعَةً عَنْهُ: قورقۇپ كەتتى، سۇر بېسىپ كەتتى.

كَاعِبٌ ج كَوَاعِبُ: كۆكسى كۆتۈرۈلگەن (قىز).

﴿إِنَّ لِلْمُتَّقِينَ مَفَازاً حَدَائِقَ وَأَعْنَاباً وَكَوَاعِبَ أَتْرَاباً﴾ «قۇرئان»: شۈبھىسىزكى، تەقۋادارلار نېمەتكە ئېرىشىدۇ (ئۇ نېمەت) باغلار، ئۈزۈملەر، تەڭتۇش قىزلاردۇر.

كَاعٍ (الكَاعِي) ج كُعَاةٌ: مەغلۇپ بولغۇچى، يېڭىلگۈچى.

كَافَ يَكُوفُ كَوْفًا الأَدِيمَ: تېرىنى تىلدى.

كَافَأَ يُكَافِئُ مُكَافَئَةً ـ هُ: مىننەتدارلىق بىلدۈردى، ئۇنىڭ بىلەن تەڭ دەرىجىدە بولدى، ئوخشاش بولدى، باراۋەر بولدى.

«كَافَأَهُ فِي الرُّتْبَةِ»: تەڭ دەرىجىدە بولدى.

كَافَأَ الرَّجُلَ: مۇكاپاتلىدى، تەقدىرلىدى.

أَرَادَ أَنْ يُكَافِئَهُ بِشَيْءٍ مِنَ النُّقُودِ: ئۇنى مەلۇم مىقداردىكى پۇل بىلەن مۇكاپاتلاشنى ئويلىدى.

كَافَحَ يُكَافِحُ مُكَافَحَةً: كۈرەش قىلىشتى.

كَافَحَ عَنْهُ: ئۇنىڭدىن قوغدىدى، مۇداپىئەلەندى.

كَافَحَ الْأَمْرَ: ئىشنى بىۋاسىتە باشقۇردى.

كَافَحَ عَنْهُ بِقَلْبِهِ وَلِسَانِهِ: ئۇنى قەلبى ۋە تىلى ئارقىلىق قوغدىدى.

كَافَحَ الْأَطِبَّاءُ الْأَمْرَاضَ: دوختۇرلار كېسەللىكلەرگە قارشى كۈرەش قىلدى.

كَافَحَتِ الدَّوْلَةُ الْبَطَالَةَ: دۆلەت ئىشسىزلىققا قارشى كۈرەش ئېلىپ باردى.

كَافِرٌ ج كُفَّارٌ و كَافِرُونَ و كَفَرَةٌ: ئىنكار قىلغۇچى، كاپىر، ياپقۇچى.

﴿وَالْكَافِرُونَ هُمُ الظَّالِمُونَ﴾ «قۇرئان»: كۇفرانى نېمەت قىلغۇچىلار زۇلۇم قىلغۇچىلاردۇر.

كَافِرٌ بِنِعْمَةِ اللهِ: ئاللاھنىڭ نېمىتىنى ئىنكار قىلغۇچى.

﴿كَمَثَلِ غَيْثٍ أَعْجَبَ الْكُفَّارَ﴾ «قۇرئان»: ئۆسۈملۈكى دېھقانلارنى خۇرسەن قىلغان يامغۇرغا ئوخشايدۇ.

﴿أُولَئِكَ هُمُ الْكَفَرَةُ الْفَجَرَةُ﴾ «قۇرئان»: بۇلار كاپىرلاردۇر، فاجىرلاردۇر.

كَافِرَةٌ ج كَوَافِرُ: رومكا، جام.

كَافَّةٌ: پۈتۈنلەي، تامامەن، ھەممە، ئومۇمىيۈزلۈك.

حَضَرَ الطُّلَّابُ كَافَّةً: ئومۇمىي ئوقۇغۇچىلار قاتناشتى.

﴿وَمَا أَرْسَلْنَاكَ إِلَّا كَافَّةً لِلنَّاسِ بَشِيراً وَنَذِيراً﴾ «قۇرئان»: سېنى بىز پەقەت ئىنسانلار ئۈچۈن خۇش خەۋەر بەرگۈچى ۋە ئاگاھلاندۇرغۇچى قىلىپ ئەۋەتتۇق.

كَافَلَ يُكَافِلُ مُكَافَلَةً: توختام تۈزۈشتى.

كَافِلٌ ج كُفَّلٌ: كېپىل، كېپىل بولغۇچى ئادەم.

كَافِلُ الْيَتِيمِ: يېتىمگە ھامىيلىق قىلغۇچى.

كَافِهٌ: قوماندان، ئەسكەر باشلىقى.

كَافُورٌ ج كَوَافِيرُ: ناپتالىن، كافور.

زَيْتُ الْكَافُورِ: كافور مېيى.

شَجَرَةُ الْكَافُورِ: كافور دەرىخى.

﴿إِنَّ الْأَبْرَارَ يَشْرَبُونَ مِن كَأْسٍ كَانَ مِزَاجُهَا كَافُوراً﴾ «قۇرئان»: ھەقىقەتەن ياخشىلار كافور ئارىلاشتۇرۇلغان جاملاردىن ئىچىدۇ.

كَافٍ ج كُفَاةٌ: تولۇق، يېتەرلىك، كىشىنى قاندۇرارلىق.

﴿أَلَيْسَ اللهُ بِكَافٍ عَبْدَهُ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ بەندىسىگە يېتەرلىك ئەمەسمۇ؟

«هَذِهِ الْأَخْشَابُ كَافِيَةٌ تَمَامًا لِبِنَاءِ بَيْتٍ مِنْ ثَلَاثِ

غُرَفٍ»: بۇ ياغاچ ماتېرىياللىرى ئۈچ ئېغىزلىق ئۆي سېلىشقا پۈتۈنلەي يېتىدۇ.

«طَعَامُ الإِثْنَيْنِ كَافِي الثَّلاثَةِ وَطَعَامُ الثَّلاثَةِ كَافِي الأَرْبَعَةِ» «حديث»: ئىككى ئادەمنىڭ تاماقى ئۈچ ئادەمگە، ئۈچ ئادەمنىڭ تاماقى تۆت ئادەمگە يېتىدۇ.

كَالَ يَكِيلُ كَيْلًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئۆلچىدى.

كَالَ الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: نەرسىنى سېلىشتۇردى.

كَالَ لَهُ الضَّرَبَاتِ أَوِ اللَّطَمَاتِ: ئارقىمۇئارقا كاچاتلىدى.

كَالأَ يُكَالِئُ مُكَالأَةً وَكِلاءً فُلانًا: پالاننى كۆزەتتى.

كَالَحَ يُكَالِحُ مُكَالَحَةً: يۈزتۇرا جېدەللەشتى.

كَالَحَ الْقَمَرُ: ئاي بۇلۇت ئاستىغا يوشۇرۇندى.

كَالِحٌ ج كَالِحُونَ: قوشۇمىسىنى تۈرگۈچى، قاپىقى تۈرۈك، چىرايى تۇتۇق.

لَوْنٌ كَالِحٌ: تۇتۇق رەڭ.

شِتَاءٌ كَالِحٌ: قارا قىش.

وَجْهٌ كَالِحٌ: ھارغىن چىراي.

دَهْرٌ كَالِحٌ: قاتتىق زامان.

كَالٌّ: چارچىغۇچى، ھارغۇچى؛ ئاجىز، گال، ئۆتمەس.

كَالَمَ يُكَالِمُ مُكَالَمَةً ـ ه: سۆزلەشتى، سۆھبەتلەشتى.

كَامِخٌ ج كَوَامِخُ: چىلىغان سەي، ئاچار سەي، دورا ـ دەرمەك.

كَامِدٌ: قايغۇرغۇچى، ھەسرەت چەككۈچى؛ رەڭگى ئۆڭگەن.

كَامَعَ يُكَامِعُ مُكَامَعَةً: قۇچاقلىدى، قۇچاقلاشتى.

كَامَعَهُ: ئۇنى باغرىغا باستى، بىللە ياتتى.

كَامِلٌ ج كَمَلَةٌ م كَامِلَةٌ: تولۇق، ساق، پۈتۈن، مۇكەممەل، كامىل.

كَامِلُ الْعَدَدِ: پۈتۈن سان، تولۇق سان.

بِالْكَامِلِ: پىتەرلىك، تولۇقى بىلەن.

«إِشْتَرَى الْعِمَارَةَ بِكَامِلِهَا»: ئىمارەتنى تولۇق سېتىۋالدى.

نَامَ بِكَامِلِ مَلابِسِهِ: پۈتۈن كىيىملىرى بىلەنلا ئۇخلىدى.

﴿وَالْوَالِدَاتُ يُرْضِعْنَ أَوْلادَهُنَّ حَوْلَيْنِ كَامِلَيْنِ لِمَنْ أَرَادَ أَن يُتِمَّ الرَّضَاعَةَ﴾ «قرآن»: ئانىلار (بالىلارنى ئېمىتىش مۇددىتىدە) تولۇق ئېمىتمەكچى بولسا، تولۇق ئىككى يىل ئېمىتىشى لازىم.

رَجُلٌ كَامِلُ النُّمُوِّ: بېجىرىم ئۆسكەن ئادەم.

كَامِنٌ ج كَامِنُونَ: يوشۇرۇنۇۋالغۇچى.

ثَائِرٌ كَامِنٌ فِي الْجَبَلِ: تاغقا يوشۇرۇنغان قوزغىلاڭچى.

كَامِنٌ ج كَوَامِنُ: يوشۇرۇن، مەخپىي.

رَصِيدٌ لُغَوِيٌّ كَامِنٌ: يوشۇرۇن تىل بايلىقى.

قُوَّةٌ كَامِنَةٌ: يوشۇرۇن كۈچ، زاپاس كۈچ.

كَانَ يَكُونُ كَوْنًا و كِيَانًا و كَيْنُونَةً: بولدى، پۈتتى، ئورۇنلاندى، ئىدى.

كَانَ الشِّتَاءُ بَارِدًا: قىش سوغۇق بولدى.

«مَاشَاءَ اللهُ كَانَ»: ئاللاھ خالىغان نەرسە بولىدۇ.

أَصْبَحَ فِي خَبَرِ كَانَ: يوقالدى، گۇمران بولدى.

كَانَ مَاكَانَ: ئەلقىسسە، ئەپسانىلەر باشلانغاندا ئېيتىلىدىغان سۆز.

«مَا كَانَ أَحْسَنَ لَوْ عَفَوْتَ»: مۇبادا كەچۈرىدىغان بولساڭ نېمىدېگەن ياخشى! (بۇ يەردىكى مَا ئارتۇق).

أَيَّ مَنْ كَانَ: كىم بولمىسۇن، مەيلى ئۇ كىم بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، كىم بولۇشىغا قارىماي.

دَخَلَ الأَمْرُ فِي خَبَرِ كَانَ: ئىش ئۆتۈپ كەتتى.

كَانَ هُنَا: ئۇ مۇشۇ يەردە ئىدى.

كَانَ طَالِبًا: ئۇ ئەسلىدە ئوقۇغۇچى ئىدى.

كَانَ يَقْرَأُ: ئۇ ئوقۇۋاتاتتى.
كَمَا لَوْ كَانَ هُنَا: ئۇ مۇشۇ يەردە ئوخشايدۇ.
كَائِنًا مَا كَانَ: نېمىلا بولمىسۇن، قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر.
كَانَ يَكِيْنُ كَيْنًا: باش ئەگدى، ئىتائەت قىلدى.
كَانِبٌ: تويۇپ قورسىقى چىڭقىلىپ كەتكەن ئادەم.
كَانِسٌ ج كُنَّسٌ: سۈپۈرگىچى، تازىلىقچى.
الْجَوَارِ الْكُنَّسِ: كېچىسى ئاشكارىلىنىپ كۈندۈزى يورۇيدىغان يۇلتۇزلار.
﴿فَلَا أُقْسِمُ بِالْخُنَّسِ الْجَوَارِ الْكُنَّسِ﴾ «قرآن»: كۈندۈزى يوشۇرۇنغۇچى يۇلتۇزلار بىلەن، پاتىدىغان ۋاقتىدا يوشۇرۇنىدىغان يۇلتۇزلار بىلەن قەسەم قىلىمەن.
كَانِسَةٌ ج كَوَانِسُ و كَانِسَاتٌ: مىنا تازىلىغۇچى سايمان.
كَانَفَ يُكَانِفُ مُكَانَفَةً: ياردەم بەردى، ياردەملەشتى.
كَانُوْنٌ ج كَوَانِيْنُ: مەش، ئوچاق.
كَانُوْنُ الْأَوَّلِ: دېكابىر، 12 ـ ئاي.
كَانُوْنُ الثَّانِي: يانۋار، 1 ـ ئاي.
طَبَخْتُ الشَّايَ عَلَى الْكَانُوْنِ: ئوچاقتا چاي دەملىدىم.
كَاهَ يَكِيْهُ كَيْهًا فُلَانًا: پالانىنىڭ ئېغىزىنىڭ پۇرىقى پۇراپ قالدى.
كَاهِلٌ ج كَوَاهِلُ: مۈرە، دولا.
كَاهِلُ الْفَرَسِ: ئاتنىڭ يالى.
«حَمَلَ الْعَامِلُ كِيْسَ الْإِسْمِنْتِ عَلَى كَاهِلِهِ»: ئىشچى سېمونت خالتىسىنى مۈرىسىگە ئېلىپ كۆتۈردى.
«أُلْقِيَتْ مُحَارَبَةُ الْغَلَاءِ عَلَى كَاهِلِ الْحُكُوْمَةِ»: باھانىڭ ئۆرلەپ كېتىشىگە قارشى كۈرەش قىلىش ھۆكۈمەتنىڭ زىممىسىگە چۈشتى.
فُلَانٌ شَدِيْدُ الْكَاهِلِ: پالانى ئابرۇيلۇق ئادەم.

كَاهِنٌ ج كَهَنَةٌ و كُهَّانٌ: كاھىن، پالچى، رەمچى، داخان.
﴿فَمَا أَنْتَ بِنِعْمَةِ رَبِّكَ بِكَاهِنٍ وَلَا مَجْنُوْنٍ﴾ «قرآن»: سەن پەرۋەردىگارىڭنىڭ نېمىتى بىلەن كاھىنمۇ ئەمەس ۋە مەجنۇنمۇ ئەمەس.
سَجْعُ الْكُهَّانِ: پوپلارنىڭ ئوقۇيدىغان نەرسىلىرى.
كَاوٍ: كۆيدۈرگۈچى، داغلىغۇچى.
كَايَدَ يُكَايِدُ مُكَايَدَةً: ئۇنىڭغا ھىيلە ئىشلەتتى، ئالدىدى.
كَائِعٌ ج كَاعَةٌ: قورقۇنچاق، توخۇ يۈرەك.
كَائِنٌ: مەۋجۇت.
كَائِنًا مَاكَانَ: قانداق بولمىسۇن، قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر.
كَائِنٌ حَيٌّ: جانلىقلار.
الكَائِنُ الْمُطْلَقُ: ئاللاھ.
كَائِنًا مَنْ كَانَ: كىم بولۇشىدىن قەتئىينەزەر.
«يُعَاقِبُ الْقَانُوْنُ الْمُخَالِفَ كَائِنًا مَنْ كَانَ»: قانۇن كىم بولۇشىدىن قەتئىينەزەر خىلاپلىق قىلغۇچىنى جازالايدۇ.
الكَائِنَاتُ: ئالەم، كائىنات، مەۋجۇدات.
كَآبَةٌ: قايغۇ، غەم، خاپىلىق، بىئاراملىق، ھەسرەت.
كَئِبَ يَكْئَبُ كَأْبًا كَأْبَةً كَآبَةً: ھەسرەت چەكتى، قايغۇردى، پەرىشان بولدى، ئۈمىدسىزلەندى، قايغۇ ـ ھەسرەتكە چۆمدى.
كَئِبٌ: غەمكىن، قايغۇلۇق، كۆڭلى يېرىم.
كَئِبُ اللَّوْنِ: سارغىيىپ كەتكەن، تاتىرىپ كەتكەن.
كَأْبٌ . كَأْبَةٌ: قايغۇ، غەم، خاپىلىق، بىئاراملىق، ھەسرەت.
كَأَجَ يَكْأَجُ كَأْجًا الرَّجُلُ: كىشى دۆتلىشىپ كەتتى.
كَأَدَ يَكْأَدُ كَأْدًا الشَّخْصُ: قايغۇ ـ ھەسرەتكە چۆمۈپ

كەتتى.

كَادَ الْأَمْرُ عَلَيْهِ: ئىش ئۇنىڭغا قىيىنلىشىپ كەتتى.

كَأْدَاءُ: غەم-قايغۇ، ھەسرەت؛ قاراڭغۇ كېچە.

عَقَبَةٌ كَأْدَاءُ: قىيىن ئۆتكەل، مۇشكۇل پەيت.

كَأْسٌ ج كُؤُوسٌ و أَكْؤُسٌ: كاسە، قاچا، جام، ھاراق، ئالتۇن ياكى كۈمۈش لوڭقا.

كَأْسُ الْحِجَامَةِ: لوڭقا (تېبىيدا ئىشلىتىلىدىغان).

كَأْسُ الزَّهْرَةِ: تەشتەك، گۈل قاچىسى.

شَرِبَ الْكَأْسَ حَتَّى الثُّمَالَةِ: ھاراقنىڭ دۇغىنى قويماي ئىچىۋەتتى.

كَأْسُ الْبُطُولَةِ: چېمپىيونلۇق لوڭقىسى.

تَحَصَّلَ الْفَرِيقُ عَلَى كَأْسِ الْعَالَمِ لِكُرَةِ الْقَدَمِ: ئەترەت دۇنيا پۇتبول لوڭقىسىغا ئېرىشتى.

﴿إِنَّ الْأَبْرَارَ يَشْرَبُونَ مِن كَأْسٍ كَانَ مِزَاجُهَا كَافُوراً﴾ ‹قرآن›: ياخشىلار ھەقىقەتەن كافۇر ئارىلاشتۇرۇلغان (مەي بىلەن تولدۇرۇلغان) جاملاردىن ئىچىدۇ.

كَأَصَ يَكْأَصُ كَأْصًا الشَّيْءَ: كۆپ يېدى، كۆپ ئىچتى.

كَأَصَهُ: ئۇنى بويسۇندۇردى، باش ئەگدۈردى.

كَأْكَأَ يُكَأْكِئُ كَأْكَأَةً: قورقۇنچاقلىق قىلدى، يۈرەكسىزلىك قىلدى.

كَأَنَّ: ئوخشاشلىق قوشۇمچىسى بولۇپ كېلىدۇ.

كَأَنَّ الْقَمَرَ مِصْبَاحٌ: ئاي گوياكى چىراغدۇر.

كَأَنَّ جُنُودَنَا أُسُودٌ: جەڭچىلىرىمىز گويا شىرغا ئوخشايدۇ.

كَأَنَّ: مۆلچەر، پەرەز ئۈچۈن كېلىدۇ.

كَأَنَّ الْعَدُوَّ لَمْ يَعْتَبِرْ بِمَا أَصَابَهُ مِنَ الْهَزِيمَةِ: دۈشمەنلەر مەغلۇبىيەتكە تەن بەرمەيدىغاندەك قىلاتتى.

كَأَنَّ الْفَجْرَ يَجِيءُ: تاڭ ئاتقاندەك قىلىدۇ.

كَأَنَّ (الشك والظن): گۇمان، شەك ئۈچۈن كېلىدۇ.

كَأَنَّكَ فَاهِمٌ كَلَامِي: سۆزۈمنى چۈشىنىۋاتقاندەك قىلىسەنغۇ؟

كَؤُودٌ: قىيىن، جاپالىق.

عَقَبَةٌ كَؤُودٌ: قىيىن توسالغۇ، مۇشكۇل ئۆتكەل، يەڭگىلى بولمايدىغان قىيىنچىلىق، ھالقىپ ئۆتكىلى بولمايدىغان توسۇق.

كَؤُولٌ: ئىسپىرت.

كَئِيبٌ ج كَئِيبُونَ: غەمكىن، قايغۇلۇق، كۆڭلى يېرىم.

رَجُلٌ كَئِيبٌ: غەمكىن ئادەم.

أُغْنِيَةٌ كَئِيبَةٌ: مۇڭلۇق ناخشا.

كَبَا يَكْبُو كَبْوًا و كُبُوًّا: دۈم چۈشتى.

كَبَا عَلَى وَجْهِهِ: يۈزىچە يىقىلدى.

كَبَا الْكُوزُ: كوزىنى بىكارلىدى، قۇرۇقدىدى.

كَبَا النُّورُ: يورۇقلۇق خىرەلەشتى.

كَبَا اللَّوْنُ: رەڭ ئۆڭدى.

يَكْبُو الْجَوَادُ: ئارغىماقمۇ مۈدۈرىدۇ.

كِبَاءٌ ج كُبًى: ئىسرىق ياغىچى.

كَبَابٌ: كاۋاپ.

كُبَادٌ: جىگەر ئاغرىقى، جىگەر ياللۇغى.

كُبَارٌ: چوڭ، ئۇلۇغ، زور، بۈيۈك.

كِبَاسَةٌ ج كَبَائِسُ: بىر ساپاق خورما.

كَبَّ يَكُبُّ كَبًّا الْإِنَاءَ: قاچىنى ئاستىن-ئۈستۈن قىلدى.

كَبَّ الرَّجُلَ عَلَى وَجْهِهِ: كىشىنى دۈم يىقىتتى.

﴿وَمَن جَاءَ بِالسَّيِّئَةِ فَكُبَّتْ وُجُوهُهُمْ فِي النَّارِ﴾ ‹قرآن›: يامان ئىش قىلغانلار دوزاخقا يۈزى بىلەن تاشلىنىدۇ.

كَبَّتِ الْمَرْأَةُ الْقِدْرَ: ئايال قازاننى دۈم كۆمتۈردى.

كَبَّ الْغَزْلَ: يىپنى يۇمىلاق قىلىپ توردى.

كَبٌّ: ئۆرۈمەك، ئاستىن-ئۈستۈن قىلماق، ئاغدۇرماق.

كَبَّاحَةٌ ج كَبَّاحَاتٌ: تورمۇز.

الكُبَّادُ: لىمون، لىمون دەرىخى.

كُبَّارٌ: چوڭ، ئۇلۇغ، زور، بۈيۈك.

كَبَّاسٌ ج كَبَابِيسُ: قىسىش سايمىنى، چىڭداش سايمىنى؛ لاخشىگىر، پرېسلاش ماشىنىسى.

كَبَّاسُ الطَّلْمَبَةِ: پورشېن.

كَبَّبَ يُكَبِّبُ تَكْبِيبًا الغَزْلَ: يىپنى تۈردى.

كَبَّبَ اللَّحْمَ: گۆشنى كاۋاپ قىلدى.

كُبَّةٌ ج كُبَبٌ: بىر توپ ئادەم، بىر قېتىملىق ھۇجۇم، ئېغىر يۈك، تۈرمەل؛ ۋابا، تىقىنچىلىق، بىر توپ ئات، چوڭ تۆگە.

كُبَّةُ الشِّتَاءِ: قىشنىڭ قاتتىق سوغۇقى.

كُبَّةُ صُوفٍ: تۈرۈلگەن يۇڭ.

كُبَّةُ غَزْلٍ: تۈرۈلگەن يىپ.

كَبَّدَ يُكَبِّدُ تَكْبِيدًا ـ هـ: ئۇنىڭغا ئارتتى، يۈكلىدى.

كَبَّدَ الْعَدُوَّ خَسَائِرَ كَبِيرَةً: دۈشمەننى چوڭ زىيانغا ئۇچراتتى.

كَبَّدَتِ الشَّمْسُ السَّمَاءَ: كۈن چۈش بولدى.

كَبَّرَ يُكَبِّرُ تَكْبِيرًا: چوڭايتتى، زورايتتى، تەكبىر ئېيتتى.

كَبَّرَ الصُّورَةَ: رەسىمنى چوڭايتتى.

كَبَّرَ فُلَانٌ: پالانى ئاللاھۇ ئەكبەر، دېدى.

﴿وَرَبَّكَ فَكَبِّرْ﴾ «قرآن»: پەرۋەردىگارىڭنى ئۇلۇغلا.

كَبَّرَهُ: ئۇنى چوڭ كۆردى، ھۆرمەتلىدى.

كَبَّرَ الْأَمْرَ: ئىشنى مۇبالىغە قىلدى، چوڭايتىۋەتتى.

كَبَّرَ الْجُرْمَ: جىنايەتنى ئېغىرلىتىۋەتتى.

كَبَّسَ يُكَبِّسُ تَكْبِيسًا: ھۇجۇم قىلدى.

كَبَّسَ الْجَسَدَ: بەدەننى ئۇۋۇلاپ تۇتۇپ قويدى.

كَبَّلَ يُكَبِّلُ تَكْبِيلًا الْأَسِيرَ: ئەسىرنى باغلىدى، ئىشكەل سالدى؛ سولىدى.

كَبَّلَ الْغُلَّ فِي يَدَيْهِ: قولىغا كويزا سالدى.

كَبُّودٌ ج كَبَابِيدُ: باش كىيىم بىلەن بىللە بولغان پەلتو.

كَبَتَ يَكْبِتُ كَبْتًا غَيْظَهُ فِي جَوْفِهِ: ئاچچىقىنى بېسىۋالدى، دەردىنى ئىچىگە يۇتتى.

كَبَتَ الشَّخْصُ فُلَانًا: پالانىنى خارلىدى، ھاقارەتلىدى.

كَبَتَهُ: ئۇنى ھالاك قىلدى، ئۆلتۈردى.

كَبَتَهُ لِوَجْهِهِ: ئۇنى دۈم يىقىتتى.

كَبَتَ الْعَدُوَّ: دۈشمەننى بىتچىت قىلدى، چېكىندۈردى.

كَبَتَ الرَّأْيَ الْعَامَ: جامائەت پىكرىنى باستى.

﴿كُبِتُوا كَمَا كُبِتَ الَّذِينَ مِن قَبْلِهِمْ﴾ «قرآن»: ئۇلاردىن بۇرۇنقىلار ھالاك قىلىنغاندەك ھالاك قىلىنىدۇ.

كَبِثَ يَكْبَثُ كَبَثًا اللَّحْمُ: گۆش بۇزۇلدى، سېسىپ قالدى.

كَبَحَ يَكْبَحُ كَبْحًا الدَّابَّةَ بِاللِّجَامِ: ئۇلاغنىڭ تىزگىنىنى تارتتى، تىزگىنلىدى.

كَبَحَهُ: ئۇنى توسۇدى، قايتۇردى، چەكلىدى.

كَبَحَ الْعَوَاطِفَ: ھېسسىياتنى باستى.

كَبَحَ جِمَاحَ الثَّوْرَةِ: ئىنقىلابنى كونترول قىلدى.

كَبَحَ جِمَاحَ نَفْسِهِ: ئۆزىنى يىغىۋالدى، نەپسىنى بېسىۋالدى.

كَبَحَ السَّيَّارَةَ: ماشىنىنى تورمۇزلىدى.

كَبْحٌ: تىزگىنلىمەك، توسۇش.

أَصْبَحَ مِنَ الصَّعْبِ كَبْحُ جِمَاحِ هَذَا الْغَلَاءِ: باھانىڭ ئۆسۈشىنى تىزگىنلەش قىيىن بولدى.

كَبَدَ يَكْبُدُ كَبْدًا البَرْدُ الْقَوْمَ: سوغۇق قەۋمنى قىينىدى.

كَبَدَهُ: جىگەر ئاغرىقى بولۇپ قالدى.

كُبِدَ الرَّجُلُ: جىگەر ئاغرىقىغا گىرىپتار بولدى.

كَبِدَ يَكْبَدُ كَبَدًا الشَّخْصُ: جىگەر ئاغرىقىدىن قىينالدى؛ قورسىقىنىڭ تۆپى تەرىپى يوغىناپ

كەتتى.

كَبَدٌ ج أَكْبَادٌ: جاپا ـ مۇشەققەت؛ جىگەر.

لَقِيَ مِنَ هَذَا الأَمْرِ كَبَدًا: ئۇ بۇ ئىشتىن جاپاغا يولۇقتى.

﴿لَقَدْ خَلَقْنَا الإِنْسَانَ فِي كَبَدٍ﴾ «قرآن»: بىز ئىنساننى ھەقىقەتەن جاپا ـ مۇشەققەت ئىچىدە قىلىپ ياراتتۇق.

كَبِدٌ. كَبْدٌ ج أَكْبَادٌ و كُبُودٌ: جىگەر، بېغىر، ئوتتۇرا قىسىم.

يَشْكُو مِنْ إِلْتِهَابِ الكَبِدِ: جىگەر ياللۇغى بولۇپ قالدى.

الشَّمْسُ فِي كَبِدِ السَّمَاءِ: كۈن ئىگىلگەندىكى قۇياش.

كَبِدُ الأَرْضِ: يەر ئاستى بايلىقى.

«وَتُلْقِي الأَرْضُ أَفْلَاذَ كَبِدِهَا» «حديث»: زېمىن يەر ئاستى بايلىقلىرىنى ئۈستىگە چىقىرىدۇ.

الوَلَدُ كَبِدُ الأَبِ: بالا ئاتىنىڭ جىگەر پارىسى.

أَوْلَادُنَا أَكْبَادُنَا: ئەۋلادلىرىمىز بىزنىڭ جىگەر پارىلىرىمىز.

كَبَرَ يَكْبُرُ كَبْرًا فِي السِّنِّ: ياشىنىپ قالدى، يېشى چوڭىيىپ قالدى.

«أَخِي يَكْبُرُنِي بِسَنَةٍ وَ أُخْتِي تَكْبُرُهُ بِسَنَتَيْنِ»: قېرىندىشىم مەندىن بىر ياش چوڭ، ھەمشىرەم ئۇنىڭدىن ئىككى ياش چوڭ.

كَبِرَ يَكْبَرُ كِبَرًا الشَّخْصُ أَوِ الحَيَوَانُ: ياشىنىپ قالدى، چوڭىيىپ قالدى.

كَبُرَ يَكْبُرُ كِبَرًا الرَّجُلُ: كىشى زورايدى، گەۋدىلىك بولدى.

كَبُرَ فِي القَدْرِ: قەدىرلىك بولدى، مەرتىۋىلىك بولدى.

كَبُرَ عَلَيْهِ الأَمْرُ: ئىش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلدى.

﴿كَبُرَ مَقْتاً عِنْدَ اللَّهِ أَن تَقُولُوا مَا لَا تَفْعَلُونَ﴾ «قرآن»: سىلەرنىڭ قىلمايدىغان ياخشى ئىشنى (قىلىمىز) دېيىشىڭلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ ئۆچ كۆرۈلىدىغان نەرسىدۇر.

«كَبُرَ عَلَيْهِ أَنْ يَعُودَ إِلَى الحَقِّ»: ھەققە قايتىش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلدى.

كِبْرٌ: ئۆزىنى چوڭ تۇتماق، مەغرۇرلانماق، چوڭلۇق، كىبىر؛ چوڭ گۇناھ.

﴿وَالَّذِي تَوَلَّى كِبْرَهُ مِنْهُمْ لَهُ عَذَابٌ عَظِيمٌ﴾ «قرآن»: بوھتاننىڭ چوڭ قىسمىنى تارقاتقان ئادەم قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ.

«لَايَدْخُلُ الجَنَّةَ مَنْ كَانَ فِي قَلْبِهِ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ مِنْ كِبْرٍ» «حديث»: قەلبىدە زەررىچىلىك تەكەببۇرلۇق بار ئادەم جەننەتكە كىرمەيدۇ.

كُبْرٌ: نەرسىنىڭ زور بىر قىسمى، مۇھىم قىسمى، ئۇلۇغ، ئېسىل.

كِبَرٌ: ياشانغان، ياشىنىپ قالغان.

﴿الحَمْدُ لِلَّهِ الَّذِي وَهَبَ لِي عَلَى الكِبَرِ إِسْمَاعِيلَ وَإِسْحَاقَ﴾ «قرآن»: جىمى ھەمدۇسانا ياشانغىنىمدا ماڭا ئىسمائىل بىلەن ئىسھاقنى بەرگەن ئاللاھقا خاستۇر.

كَبُرَتْ يَكْبُرُتْ كَبَرَةً الشَّيْءُ: نەرسىگە كۆڭگۈرت سۈركىدى.

كَبْرَةٌ: ياشانغانلىق.

كِبْرَةٌ: چوڭ گۇناھ.

كُبْرَى ج كُبْرَيَاتٌ: ئەڭ چوڭ، ئەڭ ئۇلۇغ.

«وَرَدَ هَذَا الخَبَرُ فِي كُبْرَيَاتِ الصُّحُفِ»: بۇ خەۋەر چوڭ گېزىتلەرگە بېرىلدى.

هِيَ فِي فَرِيقِ الكُبْرَيَاتِ: ئۇ چوڭلار ئەترىتىدە.

﴿فَأَرَاهُ الآيَةَ الكُبْرَى﴾ «قرآن»: مۇسا پىرئەۋنگە چوڭ مۆجىزىنى كۆرسەتتى.

كِبْرِيَاءُ: ئۆزىنى چوڭ تۇتماق، مەغرۇرلانماق، چوڭلۇق.

«غَنِيٌّ لَايُخْفِي كِبْرِيَاءَهُ عَنِ النَّاسِ»: ئۆزىنىڭ چوڭچىلىقىنى خەقتىن يوشۇرمايدىغان باي.

﴿وَلَهُ الْكِبْرِيَاءُ فِي السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ﴾ «قرآن»: ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ئۇلۇغلۇق ئاللاھقا خاستۇر.

كِبْرِيتٌ: گۈڭگۈرت، سەرەڭگە، قىزىل ياقۇت، قىزىل ئالتۇن.

مَنجَمُ كِبْرِيتٍ: گۈڭگۈرت كېنى.

عُودُ كِبْرِيتٍ: سەرەڭگە تېلى.

عُلْبَةُ كِبْرِيتٍ: سەرەڭگە قېپى.

كِبْرِيتَاتٌ: سۇلفات، گۈڭگۈرت كىسلاتا تۇزلىرى.

كِبْرِيتُورٌ: گۈڭگۈرت بىرىكمىلىرى.

كِبْرِيتِيٌّ: گۈڭگۈرتلۇك.

حَمَّامُ مَعْدَنِيٍّ كِبْرِيتِيٍّ: ئارشاڭ.

يَنْبُوعُ كِبْرِيتِيٍّ: گۈڭگۈرتلۇك بۇلاق.

حَامِضُ كِبْرِيتِيٍّ: سۇلفات كىسلاتاسى.

غَازُ كِبْرِيتِيٍّ: ئوكسىدلىق گۈڭگۈرت.

كَبَسَ يَكْبِسُ كَبْسًا عَلَى الشَّيْءِ: باستى، سىقتى.

كَبَسَ فُلَانًا: پالانىغا ھۇجۇم قىلدى.

كَبْسٌ: سىقماق، باسماق.

كَبْسُ السَّنَةِ: كەبىسە يىلى.

أَيَّامُ الْكَبْسِ: كەبىسە كۈنلىرى.

كَبْسَةٌ ج كَبَسَاتٌ: ئۇشتۇمتۇت ھۇجۇم قىلماق، تۇيۇقسىز باستۇرماق.

كَبْسَةُ اللُّصُوصِ لَيْلًا: ئوغرىلارنىڭ كېچىدە تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلىپ كىرىشى.

كَبْسُولَةُ الْمُفَرْقَعَاتِ: پىستان، پىلتە.

كَبَشَ يَكْبِشُ كَبْشًا الشَّيْءَ: نەرسىنى سىقىمداپ ئالدى.

كَبْشٌ ج أَكْبَاشٌ و كِبَاشٌ: قوچقار، باشلىق.

كَبْشَةٌ ج كَبْشَاتٌ: بىر سىقىم، بىر ئوچۇم؛ چۆمۈچ، ساپلىق.

كَبْشَةُ أَرُزٍ: بىر ئوچۇم گۈرۈچ.

كَبَعَ يَكْبَعُ كَبْعًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئۈزدى، كەستى.

كَبَعَهُ عَنْ كَذَا: توسۇدى.

كَبَعَ النُّقُودَ: پۇلنى ئۆلچىدى.

كَبْكَبَ يُكَبْكِبُ كَبْكَبَةً: يىقىتتى، ئاغدۇردى، ئاستىن-ئۈستۈن قىلدى.

﴿فَكُبْكِبُوا فِيهَا هُمْ وَالْغَاوُونَ وَجُنُودُ إِبْلِيسَ أَجْمَعُونَ﴾ «قرآن»: بۇتلار، گۇمراھلار ۋە ئىبلىسنىڭ قوشۇنلىرىنىڭ ھەممىسى دوزاخقا ئۈستى-ئۈستىلەپ تاشلىنىدۇ.

كَبَلَ يَكْبُلُ كَبْلًا: باغلىدى، ئىشكەل سالدى.

كَبَلَ غَرِيمَهُ الدَّيْنَ: قەرزدارغا مۆھلەت بەردى.

كَبْلٌ ج كُبُولٌ: ئىشكەل، كويزا.

كَبْوَةٌ ج كَبَوَاتٌ: دۈم چۈشمەك، مۈدۈرۈلۈپ كەتمەك.

لِكُلِّ جَوَادٍ كَبْوَةٌ: مۈدۈرۈلمەيدىغان ئارغىماق بولمايدۇ.

كَبِيثٌ: بوزۇلۇپ قالغان گۆش.

كَبِيرٌ ج كِبَارٌ: ئۇلۇغ، چوڭ، بۈيۈك، ياشانغان.

﴿لَهُمْ مَغْفِرَةٌ وَأَجْرٌ كَبِيرٌ﴾ «قرآن»: ئۇلارنىڭ گۇناھى مەغپىرەت قىلىنىدۇ، ئۇلار (ئاخىرەتتە) چوڭ مۇكاپاتقا ئېرىشىدۇ.

﴿وَأَبُونَا شَيْخٌ كَبِيرٌ﴾ «قرآن»: ئاتىمىز بولسا ياشىنىپ قالغان بوۋايدۇر.

كَبِيرُ الْعَدَدِ: نۇرغۇن، كۆپ.

كَبِيرُ الْمَقَامِ: يۇقىرى مەرتىۋىلىك، داڭلىق.

كَبِيرُ النَّفْسِ: مەردانە.

كَبِيرُ الْمُوَظَّفِينَ: يۇقىرى دەرىجىلىك كادىر.

كَبِيرُ الْخُبَرَاءِ: يۇقىرى دەرىجىلىك ئىنژېنېر.

كَبِيرُ الْأَسَاقِفَةِ: باش پوپ.

كِبَارُ النَّاسِ: مەشھۇر كىشىلەر، داڭلىق ئەربابلار.

كَبِيرٌ ج كُبَرَاءُ: ئۇلۇغ، بۈيۈك.

حَضَرَ كُبَرَاءُ الْبَلَدِ وَ أَعْيَانُهَا: يۇرت كاتتىلىرى ھازىر بولدى.

الْكَبِيْرُ: ئاللاھنىڭ ئىسىملىرىدىن بولۇپ، «ھەممىدىن بۈيۈك ئاللاھ» دېگەن مەنىدە.

﴿وَهُوَ الْعَلِيُّ الْكَبِيْرُ﴾ ‹قرآن›: ئاللاھ يۈكسەكتۇر، كاتتىدۇر.

كَبِيْرَةٌ ج كَبَائِرُ: چوڭ گۇناھ، ئېغىر جىنايەت.

قَتْلُ النَّفْسِ كَبِيْرَةٌ: ئادەم ئۆلتۈرۈش چوڭ گۇناھ.

﴿إِن تَجْتَنِبُواْ كَبَآئِرَ مَا تُنْهَوْنَ عَنْهُ نُكَفِّرْ عَنكُمْ سَيِّئَاتِكُمْ﴾ ‹قرآن›: ئەگەر سىلەر مەنئىي قىلىنغان چوڭ گۇناھلاردىن ساقلانساڭلار، كىچىك گۇناھلىرىڭلارنى يوققا چىقىرىۋېتىمىز.

كَبِيْسٌ: بېسىلغان، تۈزلەپ بېسىپ قويۇلغان.

سَنَةٌ كَبِيْسَةٌ: كەبىسە يىلى (شەمسىيە كالېندارى بويىچە كەبىسە كۈنى بولغان يىل كەبىسە يىل دېيىلىدۇ. بۇ يىل 366 كۈن، قەمەرىيە كالېندارى بويىچە كەبىسە ئاي بولغان يىل كەبىسە يىل دېيىلىدۇ. بۇنداق يىل 13 ئاي، يەنى 383 كۈن ياكى 384 كۈن بولىدۇ).

كِتَابٌ ج كُتُبٌ: كىتاب، خەت، مەكتۇپ.

كِتَابُ الزَّوَاجِ: توي خېتى، نىكاھ خېتى.

كِتَابٌ مَدْرَسِيٌّ: دەرسلىك كىتاب.

كِتَابُ مُطَالَعَةٍ: ئوقۇش كىتابى.

الْكِتَابُ الْمُقَدَّسُ: تەۋرات، ئىنجىل.

الْكِتَابُ الْعَزِيْزُ: «قۇرئان كەرىم».

﴿ذَالِكَ الْكِتَابُ لَارَيْبَ فِيْهِ﴾ ‹قرآن›: بۇ كىتابتا ھېچ شەك يوق.

أَهْلُ الْكِتَابِ: كىتاب ئەھلى (يەھۇدىي ـ ناسارالار).

﴿قُلْ مَنْ أَنزَلَ الْكِتَابَ الَّذِي جَاءَ بِهِ مُوسَى نُوراً وَهُدًى لِلنَّاسِ﴾ ‹قرآن›: (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مۇسا ئېلىپ كەلگەن ۋە كىشىلەرگە نۇر ۋە ھىدايەت بولغان كىتابنى كىم نازىل قىلدى.

أُمّ الْكِتَابِ: قولىيازما، ئورىگىنال؛ سۈرە فاتىھە؛ لەۋھۇلمەھپۇز.

الْكُتُبُ الْمُنَزَّلَةُ: مۇقەددەس كىتابلار، ساماۋىي كىتابلار.

دَارُ الْكُتُبِ: كىتابخانا، كۈتۈپخانا.

﴿لِكُلِّ أَجَلٍ كِتَابٌ﴾ ‹قرآن›: ھەربىر ۋاقىتنىڭ (ئۆزىگە مۇناسىپ) ھۆكۈمى بولىدۇ.

كُتُبُ الْفِقْهِ: فىقھى كىتابلار.

كِتَابَةٌ: ھۆججەت، تەۋلىيە؛ خەت؛ يازماق؛ كاتىپلىق ۋەزىپىسى.

الْكِتَابَةُ وَالْقِرَاءَةُ: يازماق ۋە ئوقۇماق.

كِتَابِيٌّ: يازما، يېزىقتا ئىپادىلەنگەن، يەھۇدىي، ناسارا دىنىدىكى ئادەم.

عَمَلٌ كِتَابِيٌّ: كاتىپلىق، يېزىقچىلىق.

غَلْطَةٌ كِتَابِيَّةٌ: قەلەم خاتالىقى.

بَيِّنَةٌ كِتَابِيَّةٌ: ئىسپات خەت، ھۆججەت خەت.

أَصْلَحَ الْمُعَلِّمُ الْأَغْلَاطَ الْكِتَابِيَّةَ: ئوقۇتقۇچى يېزىق خاتالىقلىرىنى تۈزەتتى.

كُتَافٌ: مۈرە ئاغرىقى.

أُصِيْبَ بِالْكُتَافِ مِنْ أَثَرِ الْبَرْدِ: سوغۇقتىن مۈرىسى ئاغرىپ قالدى.

كُتَافَةٌ: پاكون.

كَتَبَ يَكْتُبُ كَتْبًا و كِتَابًا و كِتَابَةً: خەت يازدى.

كَتَبَ لَهُ: ئۇنىڭغا خەت ئەۋەتتى.

كَتَبَ الْمَخْطُوْطَ: قولىيازمىسىنى كۆچۈردى.

كَتَبَ الْعَقْدَ: توختام يازدى.

﴿إِذَا تَدَايَنتُم بِدَيْنٍ إِلَى أَجَلٍ مُسَمًّى فَاكْتُبُوهُ﴾ ‹قرآن›: مۇددەت بەلگىلەپ ئۆزئارا قەرز بەرسەڭلار، ئۇنى (ھۆججەت قىلىپ) يېزىپ قويۇڭلار.

كَتَبَ اللهُ الشَّيْءَ: ئاللاھ نەرسىنى تەقدىر قىلدى، پەرز قىلىپ بېكىتتى.

﴿كُتِبَ عَلَيْكُمُ الصِّيَامُ كَمَا كُتِبَ عَلَى الَّذِينَ مِن قَبْلِكُمْ﴾ «قرآن»: سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە روزا پەرز قىلىنغاندەك، سىلەرگىمۇ (رامىزان روزىسى) پەرز قىلىندى.

كَتَبَ عَلَى نَفْسِهِ أَنْ يُعِينَ جَارَهُ: قوشنىسىغا ياردەم بېرىشنى ئۈستىگە ئالدى.

يَكْتُبُ مَقَالًا أُسْبُوعِيًّا: ھەپتىلىك ئوبزور يېزىۋاتىدۇ.

كَتَبَ مَسْرَحِيَّةً: سەھنە ئەسىرى يازدى.

كَتْبٌ: ھۆججەت، تەۋلىيە.

كِتْبَةٌ: ئەھۋال، ھالەت، كۆچۈرۈلگەن نۇسخا.

كُتُبِيٌّ ج كُتُبِيُّونَ: كىتابچى، كىتاب ساتقۇچى.

مَنْزِلُهُ فِي شَارِعِ الْكُتُبِيِّينَ: ئۇنىڭ ئۆيى كىتابپۇرۇشلار كوچىسىدا.

كَتَّ يَكُتُّ كَتًّا: ساندى، ھېسابلىدى.

كَتَّ الْكَلَامَ فِي أُذُنِهِ: قۇلىقىغا پىچىرلاپ سۆزلىدى.

كَتَّ يَكُتُّ كَتِيتًا: ئاستا ماڭدى، ئالدىرىماي ماڭدى.

كَتَّ يَكِتُّ كَتًّا الْقِدْرُ: قازان قاينىدى، پۇرۇقشىدى.

كَتٌّ: قاينىماق، جۇش ئۇرماق.

كُتَّابٌ ج كَتَاتِيبُ: باشلانغۇچ مەكتەپ، خۇسۇسىي مەكتەپ.

كَتَّانٌ: زىغىر.

زَيْتُ بِزْرِ الْكَتَّانِ: زىغىر مېيى.

بِزْرُ الْكَتَّانِ: زىغىر، زىغىر ئۇرۇقى.

الْكَتَّانُ: كاناپ، كاناپ رەخت.

كَتَّانِيٌّ: زىغىردىن ئىشلەنگەن.

قُمَاشٌ كَتَّانِيٌّ: كاناپ رەخت.

كَتَّبَ يُكَتِّبُ تَكْتِيبًا: خەت يېزىشنى تەلىم بەردى، ئۆگەتتى.

كَتَّبَ الْجُنُودَ: قوشۇننى چوڭ ئەترەتلەرگە بۆلدى.

كَتَّعَ يُكَتِّعُ تَكْتِيعًا اللَّحْمَ: گۆشنى توغرىدى.

كَتَّفَ يُكَتِّفُ تَكْتِيفًا: قولىنى ئارقىسىغا قىلىپ مەھكەم باغلىدى.

كَتَّلَ يُكَتِّلُ تَكْتِيلًا: يىغدى، توپلىدى.

كَتَّلَ الْعَجِينَ: خېمىر قاتارلىقلارنى كاللەك قىلدى.

كَتَّلَ الْقَوْمَ عَلَى خَصْمِهِ: دۈشمىنىگە قارشى قوۋمىنى توپلىدى.

كَتَّمَ يُكَتِّمُ تَكْتِيمًا الشَّيْءَ: يوشۇردى.

كَتَّنَ يُكَتِّنُ تَكْتِينًا: چاپلاشتۇردى، يۇقتۇردى.

كَتْرٌ: ئوتتۇرىسى، كىچىك كاجۇۋا، گۈمبەزدەك يۇمىلاق بىنا.

كِتْرَةٌ: چوڭ تۆگە، گۈمبەز.

كَتَشَ يَكْتُشُ كَتْشًا لِأَهْلِهِ: ئائىلىسى ئۈچۈن ئوقەت قىلدى.

كَتِعَ يَكْتَعُ كَتَعًا: قورۇلۇپ قالدى، يىغىلىپ قالدى.

كُتَعٌ ج كِتْعَانٌ: پەس، ئەسكى، چاكىنا.

كُتَعَةٌ ج كُتَعٌ: كىچىك تۈلكە، كىچىك سوغا.

كَتَفَ يَكْتِفُ كَتْفًا الشَّخْصَ: قولىنى ئارقىغا قىلىپ مەھكەم باغلىدى.

كَتِفَ يَكْتَفُ كَتَفًا: غولى چوڭ بولدى، غوللۇق بولدى، غولى ئاغرىدى، ئاستا ماڭدى.

كَتِفٌ كِتْفٌ ج أَكْتَافٌ: مۈرە، دولا، تارغاق سۆڭىكى.

رَجُلٌ يَعْرِفُ مِنْ أَيْنَ تُؤْكَلُ الْكَتِفُ: ئىشنىڭ يولىنى بىلىدىغان ئادەم.

«كَأَنِّي أَنْظُرُ إِلَى رَسُولِ اللهِ وَ عَلَيْهِ عِمَامَةٌ سَوْدَاءُ قَدْ أَرْخَى طَرَفَيْهَا بَيْنَ كَتِفَيْهِ» «حديث»: مەن ھازىرمۇ گويا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قارا رەڭلىك سەللە يۆگىۋالغانلىقىنى ۋە سەللىنىڭ ئىككى ئۇچى مۈرىسىنىڭ ئىككى تەرىپىدە تاشلىنىپ تۇرغانلىقىنى كۆرۈپ تۇرۇۋېتىمەن.

فُلَانٌ لَهُ كَتِفٌ فِي الْإِدَارَةِ: پالانىنىڭ ئىشخانىسىدا يۆلەنچۈكى بار.

أَكْتَافُ الْجِبَالِ: تاغ باغرى.

كَتْكَتَ يُكَتْكِتُ كَتْكَتَةً الشَّخْصُ: كوتۇلدىدى.

كَتْكُوتٌ ج كَتَاكِيتُ: چۆجە.

كَتَلَ يَكْتُلُ كَتْلًا ـهـ: قامىدى، سولىدى، تۇتۇپ تۇردى.

كَتِلَ يَكْتَلُ كَتَلًا الشَّيْءُ: چاپلىششىپ قالدى، چاپلىششىپ كاللەك بولۇپ قالدى.

كَتِلَ الْحِمَارُ: ئېشەك ئېغىناپ توپا چاپلىششىپ كەتتى.

كُتْلَةٌ ج كُتَلٌ: توپ، گۇرۇھ، كاللەك، نەرسىنىڭ پارچىسى، ئىتتىپاق، مىللەت.

الْكُتْلَةُ الْعَامِلَةُ: ئىشچىلار ئاممىسى.

الْكُتْلَةُ الْقِيَادِيَّةُ: رەھبەرلىك گۇرۇھى.

كُتْلَةُ مُؤَسَّسَاتٍ: ئورگانلار سىستېمىسى.

كُتْلَةٌ مِنَ الْأَعْصَابِ: نېرۋا سىستېمىسى.

كَثْلَكَةٌ: كاتولىك دىنى.

كَتْلُوجٌ ج كَتْلُوجَاتٌ: كاتالوگ، مۇندەرىجە.

كَتْلُوجُ الْأَزْهَارِ: گۈللەر تەۋرىشكىسى.

كَتْلُوجُ الْكُتُبِ: كىتابلار كاتالوگى.

كُتْلَوِيٌّ: گۇرۇھقا تەۋە.

تَحَالُفٌ كُتْلَوِيٌّ: گۇرۇھلار ئىتتىپاقى.

كَتَمَ يَكْتُمُ كَتْمًا و كِتْمَانًا: يوشۇردى.

كَتَمَ السِّرَّ: سىر ساقلىدى.

﴿وَقَالَ رَجُلٌ مُؤْمِنٌ مِنْ آلِ فِرْعَوْنَ يَكْتُمُ إِيمَانَهُ﴾ «قرآن»: پىرئەۋن خانىدانىغا مەنسۇپ، ئىمانىنى يوشۇرىدىغان بىر مۆئمىن ئادەم ئېيتتى.

كَتَمَ نَفَسَهُ: نەپەس ئالمىدى.

كَتَمَ النَّفَسَ: بوغدى، تۇنجۇقتۇردى.

كَتَمَ النَّارَ: ئوتنى كۆمدى، بېسىپ قويدى.

كَتَمَ الصَّوْتَ: ئاۋازنى پەسەيتتى.

كَتَمُوا أَفْوَاهَهُمْ: ئۇلار لام-جىم دېمىدى.

كَتْمٌ ، كِتْمَانٌ: يوشۇرماق، مەخپىي تۇتماق.

فِي الْكَتْمِ: مەخپىي، يوشۇرۇن، خۇپىيانە، سىر.

كَتَنَ يَكْتُنُ كَتْنًا: چاپلاشتى، يېپىشتى، يۇقتى.

كَتَنَ الْوَسَخُ عَلَى الثَّوْبِ: كىيىمگە كىر يۇقتى، مەينەت قىلدى.

كَتَنٌ: قوروم، ئىس، قارا كۈيە.

كُتَنَةٌ: گۈلچەمبىرەك.

كَتُومٌ ج كُتُمٌ: مەخپىيەتلىكنى چىڭ ساقلىغۇچى.

كَتِيبَةٌ ج كَتَائِبُ: ھۆججەت، ئىسپات قەغەز؛ مەكتەپ پۈتتۈرۈش گۇۋاھنامىسى، دىپلوم.

كَتِيبَةٌ عَسْكَرِيَّةٌ: برىگادا، باتالىيون، ئاتلىق قىسىم برىگادىسى.

كَتِيبَةُ شُهَدَاءِ أَقْصَى: ئەقسا شەھىدلەر برىگادىسى.

كَتِيتٌ: قاينىماق، قايناپ تاشماق.

كُتَيِّبٌ: كىتابچە، رىسالە.

كَثَافَةٌ: قويۇق، بولۇق، زىچ.

كَثَافَةُ الْقَوَامِ: زىچلىق، قويۇقلۇق.

كَثَأَ يَكْثَأُ كَثْأً اللَّبَنُ: سۈت قايماق تۇتتى.

كَثَأَ الزَّرْعُ: زىرائەت بولۇق ئۆستى.

كَثَأَتْ أَوْبَارُ الْجِمَالِ: تۆگە يۇڭلۇق بولدى.

كَثَأَتِ اللِّحْيَةُ: بومبا ساقال بولدى.

كَثَبَ يَكْثِبُ كَثْبًا: توپلاندى، توپلاشتى، يىغىلدى؛ ئازلىدى، ئازلاپ كەتتى؛ يېقىنلاشتى.

كَثَبَ اللَّبَنُ: سۈت ئازلىدى.

كَثَبَكَ الصَّيْدُ فَارْمِهِ: ئوۋ يېقىنلاشتى، ئۇنى ئات.

كَثَبٌ: يېقىنلىق، يېقىن بولماق.

كَثَّ يَكِثُّ كَثَاثَةً و كُثُوثَةً و كَثَّ يَكَثُّ كَثًّا الشَّعْرُ: موي قويۇق بولدى، زىچ بولدى.

كَثَّتْ لِحْيَتُهُ: ساقىلى قويۇق بولدى.

كَثٌّ ، كَثَّثٌ ج كِثَاثٌ: قويۇق، زىچ.

رَجُلٌ كَثُّ اللِّحْيَةِ: قويۇق ساقاللىق ئادەم.

كَثَّرَ يُكَثِّرُ تَكْثِيرًا الشَّيْءَ: كۆپەيتتى، ئاشۇردى.

كَثَّفَ يُكَثِّفُ تَكْثِيفًا: زىچلاشتۇردى، قويۇقلاشتۇردى.

كَثَّفَ الزِّرَاعَةَ: زىرائەتنى قويۇق تېرىدى.

كَثَّفَ الزَّعِيمُ مِنْ نَشَاطِهِ: داھىي ئۆزىنىڭ پائالىيىتىنى زىچ ئورۇنلاشتۇردى.

كَثَّفَ النَّسَّاجُ الْعَبَاءَةَ: توقۇمىچى پلاشىنى قېلىن توقۇدى.

كَثَّفَ الْبُخَارَ: پارنى سۇيۇقلۇققا ئايلاندۇردى.

كَثُرَ يَكْثُرُ كَثْرَةً و كَثَارَةً الشَّيْءُ: كۆپەيدى، جىقلىدى، مول بولدى.

كَثُرَ عَنِ الْحَاجَةِ: ئېھتىياجدىن ئېشىپ كەتتى.

كَثُرَ حُدُوثُهُ: ئارقىمۇئارقا يۈز بەردى.

كُثْرٌ: كۆپ، كۆپلۈك، جىقلىق.

لَايَمْلِكُ مِنَ الْمَالِ قُلًّا وَ لَاكُثْرًا: ھېچقانداق مال-مۈلكى يوق.

كَثْرَةٌ: كۆپ، نۇرغۇن، جىقلىق.

كَثْرَةُ الْعَدَدِ: كۆپ مىقدار، كۆپ سانلىق.

«إِنَّمَا أَهْلَكَ مَنْ كَانَ قَبْلَكُمْ كَثْرَةُ سُؤَالِهِمْ» «حديث»: سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرنى ئۇلارنىڭ كۆپ سوئال سوراشلىرى ھالاك قىلغان.

«إِيَّاكُمْ وَ كَثْرَةَ الْحَلِفِ فِي الْبَيْعِ» «حديث»: تىجارەتتە كۆپ قەسەم قىلىشتىن ساقلىنىڭلار.

كَثْرَةُ الْإِنْتَاجِ: ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئېشىشى.

كَثْرَةُ التَّغْيِيرَاتِ: كۆپ ئۆزگىرىش.

«هَطَلَتِ الْأَمْطَارُ بِكَثْرَةٍ»: يامغۇر مول ياغدى.

جَمْعُ الْكَثْرَةِ: ئوننىڭ يۇقىرىسى.

الْكَثْرَةُ الْكَاثِرَةُ: كۆپچىلىك.

«نَجَحَتِ الْكَثْرَةُ الْكَاثِرَةُ مِنَ الطُّلَّابِ»: ئوقۇغۇچىلار ئاممىسى مۇۋەپپەقىيەت قازاندى.

كَثَعَ يَكْثَعُ كَثْعًا اللَّبَنُ: سۈت قايماق تۇتتى.

كَثَعَتِ الشَّفَةُ: لەۋ قىزىرىپ كەتتى.

كَثْعَةٌ: لاي، سۇيۇق لاي؛ قايماق؛ قازان قايناغاندىكى كۆپۈك.

كَثُفَ يَكْثُفُ كَثَافَةً الشَّيْءُ: قويۇقلاشتى، زىچلاشتى.

كَثُفَ النَّسِيجُ: توقۇلما قېلىن بولدى.

كَثُفَتِ السُّحُب: بۇلۇت قويۇق بولدى.

كَثَلَ يَكْثُلُ كَثْلًا الشَّيْءَ: توپلىدى، يىغدى.

كَثَمَ يَكْثُمُ كَثْمًا الشَّيْءَ: توپلىدى، جەملىدى.

كَثَمَهُ عَنِ الْأَمْرِ: ئۇنى توسۇدى.

كَثَمَ الْإِثْرَ: ئەگەشتى، ئىز قوغلىدى.

كَثِمَ يَكْثَمُ كَثَمًا الرَّجُلُ: قورسىقى چوكىيىپ كەتتى.

كَوْثَرٌ: نۇرغۇن، كۆپ، مول، ھەممىدىن كۆپ.

الْكَوْثَرُ: جەننەتتىكى بىر ئۆستەڭ بولۇپ، باشقا ئۆستەڭلەر شۇنىڭدىن ئۇرغۇپ چىقىدۇ.

﴿إِنَّا أَعْطَيْنَاكَ الْكَوْثَرَ﴾ «قرآن»: بىز ساڭا ھەقىقەتەن نۇرغۇن ياخشىلىقلارنى ئاتا قىلدۇق.

كَوْثَلٌ: كېمىنىڭ قۇيرۇق قىسمى.

كَثِيبٌ ج كُثْبَانٌ و كُثُبٌ و أَكْثِبَةٌ: قۇم دۆۋىسى، قۇم بارخانلىرى، قۇم ئېدىرلىرى.

﴿وَكَانَتِ الْجِبَالُ كَثِيباً مَّهِيلاً﴾ «قرآن»: تاغلار بىر دۆۋە تارقاق قۇمغا ئايلىنىدۇ.

كَثِيثٌ: قويۇق، زىچ.

كَثِيرٌ: كۆپ، نۇرغۇن، تولا، جىق، مول.

«وَادْعُهُ وَاتْرُكِ الْأَنَامَ وَإِنْ هُمْ بِقَلِيلٍ أَتَوْكَ أَوْ بِكَثِيرِ»: كىشىلەر مەيلى ساڭا ئازدۇر-كۆپتۇر ياخشىلىق قىلىپ قويسۇن، سەن ئۇلارنى قويۇپ ئاللاھقا يۈزلەنگىن.

كَثِيرُ الْعَدَدِ: كۆپ ساندا، زور مىقداردا، كۆپ سانلىق.

كَثِيرًا: كۆپىنچە، تولىراق.

كَثِيرُ النِّسْيَانِ: ئۇنتۇغاق.

«كَثِيرًا مَانَرَى الْبَرْقَ وَ لَا نَسْمَعُ الرَّعْدَ»: تولا چاغلاردا چاقماقنى كۆرىمىز، گۈلدۈرماممىنى ئاڭلىمايمىز. گۈلدۈرى بار يامغۇرى يوق.

﴿مِنْهُمْ أُمَّةٌ مُّقْتَصِدَةٌ وَكَثِيرٌ مِّنْهُمْ سَاءَ مَا يَعْمَلُونَ﴾

«قرآن»: ئۇلاردىن بىر جامائە تـوغرا يولدىـدۇر، ئۇلارنىڭ نۇرغۇنلىرى نېمىدېگەن يامـان ئىـش قىلغۇچىلار.

كَثِيفٌ ج كِثَافٌ: قويۇق، بولۇق، زىچ.

«زُرِعَتِ الْأَشْجَارُ عَلَى جَانِبَيِ الطَّرِيْقِ بِصُوْرَةٍ كَثِيْفَةٍ»: يولنىـڭ ئىككـى چېتىگە قويـۇق دەرەخ تىكىلدى.

غَابَةٌ كَثِيْفَةٌ: قويۇق ئورمان.

أَشْجَارٌ كَثِيْفَةٌ: قويۇق دەرەخلەر.

كَجَّ يَكُجُّ كَجًّا الصَّبِيُّ: بالا توپ ئوينىدى.

كُجَّةٌ: كىچىك بالا ئويناپدىغان توپ.

كِحَالٌ: سۈرمە.

كُحْبٌ: غوراب، غورۇ.

كَحَتَ يَكْحَتُ كَحْتًا: يونۇدى.

كَحْتٌ: يونۇماق، قىرماق.

عَمَلِيَّةُ الْكَحْتِ: بالىياتقۇنى قىرىش ئوپېراتسىيىسى.

كَحَّ يَكُحُّ كَحًّا: يۆتەلدى.

كَحٌّ: يۆتەل.

أُصِيْبَ بِنَزْلَةٍ فَكَثُرَ كَحُّهُ: زۇكـام بولـۇپ يـۆتىلى كۆپىيىپ كەتتى.

كَحَّالٌ ج كَحَّالُونَ: كۆز دوختۇرى.

كَحَّبَ يُكَحِّبُ تَكْحِيْبًا الْكَرْمُ: ئۈزۈم دان تۇتتى.

كُحَّةٌ ج كُحَّاتٌ: يۆتەل.

كَحَّةٌ ج كَحَّاتٌ: بىر قېتىم يۆتىلىش.

كَحَّلَ يُكَحِّلُ تَكْحِيْلًا العَيْنَ: كـۆزگە سۈرمە تـارتتى، سۈرمە تارتقۇزدى.

كَحَصَ يَكْحَصُ كُحُوصًا الْأَثَرُ: ئىز ئۆچۈپ كەتتى.

كَحَصَ فُلَانٌ: پالانى قاچتى.

كَحَصَ يَكْحَصُ كَحْصًا بِرِجْلِهِ: پـۇتى بىـلەن يـاكى تۇيىقى بىلەن تاتىلىدى.

كَحْكَحَ يُكَحْكِحُ كَحْكَحَةً الشَّخْصُ: يۆتەلدى.

كَحَلَ يَكْحُلُ كَحْلًا الْعَيْنَ: كۆزگە سۈرمە تارتتى.

كَحَلَتِ الْمَرْأَةُ عَيْنَيْهَا: ئايـال ئىككـى كـۆزىگە سـۈرمە تارتتى.

كَحَلَ السَّهَارُ عَيْنَيْهِ: ئۇيقۇسى قاچتى.

كَحِلَ يَكْحَلُ كَحْلًا العَيْنُ: تەبىئىـي سـۈرمە كـۆز بولدى.

كَحَلٌ: قارا كىرپىك، قارا قاپاق.

كُحْلٌ ج أَكْحَالٌ: سۈرمە؛ كۆز دورىسى.

حَجَرُ الْكُحْلِ: سۈرمە تېشى.

كَحِلٌ: سۈرمە تارتقۇچى، سۈرمىلىك.

كَحْلَاءُ ج كُحْلٌ: قارا، قارا كۆز.

اِمْرَأَةٌ كَحْلَاءُ: قارا كۆز ئايال.

كُحَلِيٌّ ج كُحَلِيّوْنَ: سـۈرمىچى؛ قېنىـق كـۆك؛ كـۆز ئاغرىقى.

قَمِيْصٌ أَزْرَقُ كُحَلِيٌّ: قېنىق كۆك كۆڭلەك.

كُحُوْلٌ: ئىسپىرت.

تَنَاوُلُ الْكُحُوْلِ مُضِرٌّ بِالصِّحَّةِ: ئىسپىرتلىق ئىچىملىك ئىچىش سالامەتلىككە زىيانلىق.

كُحُوْلِيٌّ: ئىسپىرتلىق.

كَحَى يَكْحِي كَحْيًا الشَّيْءُ: نەرسە بۇزۇلدى.

كَحِيْـلٌ: سـسـۈرمە تـــارتقۇچى، ســــۈرمىلىك؛ ئىسپىرتلىق.

فَرَسٌ كَحِيْلٌ: ئېسىل ئات، ئارغىماق.

كَحِيْلَةٌ: سۈرمە تارتقۇچى، سۈرمىلىك.

كَخَّ يَكِخُّ كَخًّا: خورەك تارتتى.

كَدَا يَكْدُو كَدْوًا وَكُدُوًّا الزَّرْعُ: ئۆسۈملۈك ئاستا ئۆستى.

كَدَا يَكْدُو كَدَاءً الشَّيْءُ: نەرسىنى ئۈزدى، كەستى.

كَدَا يَكْدُو كَدْوًا وَجْهَهُ: ئۇنىڭ يۈزىنى مورلىۋالدى.

كَدَارَةٌ: پاسكىنا بولماق، خۇنۇك بولماق، تۇتـۇق بولماق.

كَـدَجَ يَكْـدَجُ كَـدْجًا الرَّجُـلُ: يەتكـۈدەك ئىچتـى، بولۇشىچە ئىچتى، قانغۇدەك ئىچتى.

كَدَحَ يَكْدَحُ كَدْحًا فِي الْعَمَلِ: ئىـش بىـلەن مەشـغۇل

بولدى، تىرىشىپ ئىشلىدى.

**كَدَحَ الْعَامِلُ:** ئىشچى جاپالىق ئىشلىدى.

**كَدَّ يَكُدُّ كَدًّا:** تىرىشىپ ئىشلىدى، جاپالىق ئىشلىدى.

**كَدَّ الرَّجُلَ:** كىشىنى جاپاغا قويدى، چارچىتىۋەتتى.

**يَكُدُّ الْأَبُ عَلَى عِيَالِهِ كُلَّ يَوْمٍ:** ئاتا ئائىلىنى بېقىش ئۈچۈن ھەر كۈنى جاپا چېكىدۇ.

**كَدَّهُ الصَّيْدُ فِي الْبَحْرِ:** دېڭىزدا ئوۋ ئوۋلاش ئۇنى چارچىتىۋەتتى.

**كَدٌّ:** جاپالىق ئىشلىمەك، قاتتىق ئىشلىمەك.

**لَيْسَ هَذَا مِنْ كَدِّكَ:** بۇ سېنىڭ جاپالىق ئىشلىشىڭدىن كەلگەن ئەمەس.

**كُدَّاسٌ ج كَوَادِسُ:** دۆۋە، توپ.

**كَدَّرَ يُكَدِّرُ تَكْدِيرًا الْمَاءَ:** سۇنى بۇلغىدى، سۇنى دۇغ قىلىۋەتتى.

**كَدَّرَ الرَّجُلَ:** كىشىنى بىئارام قىلدى، مالال قىلدى، زېرىكتۈردى.

**كَدَّرَ إِحْسَاسَاتَهُ:** كۆڭلىنى ئاغرىتتى.

**تُكَدِّرُ صَفْوَ حَيَاتِهِ:** ئۇنىڭ كۆڭۈللۈك تۇرمۇشىنى بۇزىۋاتىدۇ.

**كَدَّسَ يُكَدِّسُ تَكْدِيسًا الْأَشْيَاءَ:** نەرسىلەرنى دۆۋىلىدى.

**كَدَّسَ الْمَالَ:** مالنى خەزىنە قىلىپ ساقلىدى.

**كَدَّى يُكَدِّي تَكْدِيَةً:** تىلەمچىلىك قىلدى، سائىللىق قىلدى.

**كَدَرَ يَكْدُرُ وَ كَدِرَ يَكْدَرُ كَدَارَةً وَ كُدُورَةً وَ كُدْرَةً:** غۇۋا بولدى، خۇنۇك بولدى، دۇغ بولدى، پاسكىنا بولدى.

**كَدَرَ عَلَى فُلَانٍ:** پالانىغا غەزەپلەندى.

**كَدَرَ الْعَيْشُ:** تۇرمۇش جاپالىق بولدى، كۆڭۈلسىز بولدى.

**كَدِرَ يَكْدَرُ كَدَرًا الْمَاءُ:** سۇ دۇغ بولدى، بۇلغاندى.

**كَدِرَ الْعَيْشُ:** تۇرمۇش جاپالىق بولدى، كۆڭۈلسىز بولدى.

**كَدِرَ عَلَيْهِ:** غەزەپلەندى، ئاچچىقلاندى.

**كَدِرٌ:** دۇغ، پاسكىنا.

**كَدَرٌ، كُدْرَةٌ:** دۇغ؛ غەم-قايغۇ، خاپىلىق.

**كُدْرَةُ اللَّوْنِ:** تۇتۇق رەڭ.

**كَدَسَ يَكْدِسُ كَدْسًا الْحَصِيدَ:** ئۇنچىنى يىغدى.

**كُدْسٌ ج أَكْدَاسٌ:** دۆۋە، توپلانما، ئاشلىق دۆۋىسى.

**كُدْسُ الشَّعِيرِ:** ئارپا دۆۋىسى.

**أَكْدَاسُ الْكُتُبِ:** كىتابلار دۆۋىسى.

**أَكْدَاسٌ مُكَدَّسَةٌ:** دۆۋە-دۆۋە.

**«فِي الْمِينَاءِ أَكْدَاسٌ مُكَدَّسَةٌ مِنَ الْبَضَائِعِ»:** پورتتا دۆۋە-دۆۋە ماللار بار.

**أَكْدَاسُ الرَّمْلِ:** قۇم بارخانلىرى.

**كَدَشَ يَكْدِشُ كَدْشًا:** تاتىلىدى، مورلىدى.

**كَدَشَ لِعِيَالِهِ:** ئائىلىسى ئۈچۈن كەسىپ قىلدى.

**كَدَشَهُ:** ئۇنى ئۇردى، چاپتى؛ قوغلىدى، ھەيدىدى.

**كَدَعَ يَكْدَعُ كَدْعًا فُلَانًا:** پالانىنى ئىتتىرىۋەتتى.

**كُدْعَةٌ:** خار.

**كَدَمَ يَكْدِمُ كَدْمًا الشَّخْصَ:** چىشلەپ ئىز قالدۇرۇپ قويدى.

**كَدَمَ الصَّيْدَ:** ئوۋنى قوغلاپ تۇتۇۋالدى.

**كَدَمَ فِي غَيْرِ مُكْدِمٍ:** قارىغۇلارچە قوغلاشتى، ئېرىشەلمەيدىغان نەرسىنى تەلەپ قىلدى.

**كَدْمٌ ج كُدُومٌ:** قاتتىق زەخىملىنىش.

**«عَلَى جِسْمِهِ كُدُومٌ بِسَبَبِ التَّعْذِيبِ»:** ئۇنىڭ بەدىنىدە قىيناش سەۋەبىدىن قالغان ئۇرغۇن ئىزلار بار.

**كَدْمَةٌ ج كَدَمَاتٌ:** ئىز، بەلگە.

كَذَمَةٌ عَمِيقَةٌ: قاتتىق چىشلەش.

كَذَنَ يَكْذُنُ كَذْنًا بِثَوْبِهِ: بەلۋاغ باغلىدى.

كَذِنَ يَكْذَنُ كَذَنًا: سەمرىپ كەتتى.

كَذَنٌ: دۆغ، خۇنۇك.

كَدَهَ يَكْدَهُ كَدْهًا الشَّيْءَ: نەرسىنى سۇندۇرۇۋەتتى، چىقۇۋەتتى.

كَدَهَ شَعْرَهُ بِالْمِشْطِ: چېچىنى تارىدى.

كَدُودٌ: جاپاكەش، ھېرىپ-چارچاپ ئىشلىگۈچى.

كَدُورٌ . كَدُورَةٌ: پاسكىنا بولماق، خۇنۇك بولماق، تۇتۇق بولماق.

كَدَى يَكْدِي كَدْيًا الرَّجُلُ: كىشى بېخىللىق قىلدى، پىخسىقلىق قىلدى.

كُدْيَةٌ ج كُدًى: تىلەمچىلىك، سائىللىق، قاتتىقچىلىق.

أَصَابَتْهُمْ كُدْيَةٌ: ئۇلارغا قاتتىقچىلىق يەتتى.

أَهْلُ الْكُدْيَةِ: تىلەمچىلەر.

إِنَّهُ لَسَرِيعُ الْكُدَى: ئۇنىڭ ئاچچىقى يامان، تەرسا.

كَذَا: شۇنداق، شۇنچىدەك، شۇنىڭغا ئوخشاش.

«فَعَلْتَ كَذَا بِمَدِينَةِ كَذَا وَ قُلْتَ كَذَا بِمَكَانِ كَذَا وَ كَذَا»: پالانى شەھەردە پوكۇنى ئىشنى قىلدىڭ، پالانى جايدا شۇنداق دېدىڭ.

«عِشْتُ كَذَا سَنَوَاتٍ فِي الْغُرْبَةِ»: شۇنچە يىللارنى غۇربەتچىلىكتە ئۆتكۈزدۈم.

﴿أَهَكَذَا عَرْشُكِ﴾ «قرآن»: سېنىڭ تەختىڭ مۇشۇنداقمۇ؟

كَذَلِكَ: شۇنداق، شۇنداقلا، شۇنداق قىلىپ، دېمەك.

كَذَبَ يَكْذِبُ كَذِبًا وَ كِذْبًا وَ كِذَابًا وَ كَذِبَةً: يالغان ئېيتتى، يالغانچىلىق قىلدى.

كَذَبَ عَلَيْهِ: ئۇنىڭغا بوھتان چاپلىدى.

كَذَبَتْكَ عَيْنُكَ: كۆزۈڭ سېنى ئالداپتۇ.

﴿وَإِنْ كَانَ قَمِيصُهُ قُدَّ مِنْ دُبُرٍ فَكَذَبَتْ وَهُوَ مِنَ الصَّادِقِينَ﴾ «قرآن»: يۇسۇفنىڭ كۆڭلىكى ئارقىسىدىن يىرتىلغان بولسا، ئۇنىڭ (يەنى زۇلەيخانىڭ) سۆزى يالغان، يۇسۇفنىڭ سۆزى راست.

«الرَّائِدُ لَايَكْذِبُ أَهْلَهُ» «مثل»: باشلامچى ئۆز ئادەمنى ئالدىمايدۇ.

كِذْبٌ ، كَذِبٌ: يالغانچىلىق، يالغان سۆز.

﴿وَإِنْ يَكُ كَاذِباً فَعَلَيْهِ كَذِبُهُ﴾ «قرآن»: ئەگەر ئۇ يالغانچى بولسا، يالغانچىلىقىنىڭ زىيىنى ئۆزىگىدۇر.

كِذْبَةٌ: يالغان سۆز، يالغان-ياۋىداق گەپ، ئويدۇرما.

كَذَّ يَكُذُّ كَذًّا الشَّيْءُ: نەرسە قاتتىق بولدى.

كَذَّابٌ ج كَذَّابُونَ: يالغانچى، ئالدامچى، كاززاپ، تۆھمەتخور.

﴿إِنَّ اللَّهَ لَا يَهْدِي مَنْ هُوَ مُسْرِفٌ كَذَّابٌ﴾ «قرآن»: ئاللاھ ھەقىقەتەن ھەددىدىن ئاشقان يالغانچىنى ھىدايەت قىلمايدۇ.

كِذَّابٌ: يالغان، يالغانچىلىق.

﴿لَا يَسْمَعُونَ فِيهَا لَغْواً وَلَا كِذَّاباً﴾ «قرآن»: ئۇلار جەننەتتە يالغان سۆز ۋە بىھۇدە سۆز ئاڭلىمايدۇ.

كَذَّبَ يُكَذِّبُ تَكْذِيبًا: ئۇنى يالغانغا چىقاردى.

كَذَّبَ الْقَوْلَ: سۆزنى يالغانغا چىقاردى.

كَذَّبَ نَفْسَهُ: ئۆزىنىڭ يالغان ئېيتقانلىقىنى ئېتىراپ قىلدى.

كَذَّبَ الشَّاهِدَ: گۇۋاھچىنى يالغانغا چىقاردى.

كَذَّبَ بِالْأَمْرِ: ئىنكار قىلدى.

﴿وَكَذَّبَ بِهِ قَوْمُكَ وَهُوَ الْحَقُّ﴾ «قرآن»: قۇرئان ھەق تۇرسا، ئۇنى قوۋمىڭ ئىنكار قىلدى.

«مَا كَذَّبَ أَنْ فَعَلَ كَذَا»: ئۇ دەرھال قىلدى، كېچىكمىدى.

كَدُوْبٌ: يالغانچى، ئالدامچى، كاززاپ، تۆھمەتخور.

كَرَا يَكْرُو كَرْوًا الطِّفْلُ: بالا توپ ئوينىدى.

كَرَا الْأَرْضَ: يەرنى كولىدى، قازدى.

كَرَا الشَّيْءَ: نەرسىنى يۇمىلاتتى.

كِرَاءٌ: ئىش ھەققى، كىرا.

كِرَاءُ الْأَرْضِ: يەر ئىجارىسى.

كِرَاءُ الْبَيْتِ: ئۆي ئىجارىسى.

كِرَاءُ الْعَمَلِ: ئىش ھەققى.

كِرَاءُ شِرْكَةِ السَّيَّارَاتِ: كىرا ماشىنىسى شىركىتى.

كَرَازٌ: كىلاس.

كُرَازٌ ج كِرْزَانٌ: سۇدان، سۇ قاچىسى.

كُرَاعٌ ج أَكْرُعٌ وأَكَارِعُ: پاچاق، شىراق.

«لَوْ دُعِيْتُ إِلَى كُرَاعٍ أَوْ ذِرَاعٍ لَأَجَبْتُ» «حديث»: ئەگەر مەن قوينىڭ سانى ياكى قولى بىلەن مېھمان بولۇشقا چاقىرىلسام، ئەلۋەتتە باراتتىم.

كُرَاعِيٌّ ج كُرَاعِيُّوْنَ: پاچاق ساتقۇچى، پاچاقچى.

كَرَافَةٌ: گالستۇك.

كَرَاكَةٌ: لاي قازغۇچ كېمە.

كَرَاكِيٌّ: موكا بېلىق.

كَرَامَةٌ ج كَرَامَاتٌ: ھۆرمەت، ئىززەت، شەرەپ، ئۇلۇغلۇق، مەردلىك؛ شۆھرەت، ئابرۇي؛ ھەيۋەتلىك؛ سۇرلۇك؛ مۆجىزە، ئاللاھتائالا ئەۋلىيالىرىغا مۇيەسسەر قىلىپ بېرىدىغان ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلار.

كَرَامَةُ الْإِنْسَانِ: ئىنسانپەرۋەرلىك، ئىنسان ھۆرمىتى.

حُبًّا وَكَرَامَةً: چىن كۆڭلىدىن، چوڭقۇر ئۈمىد بىلەن.

وَلِيٌّ صَاحِبُ كَرَامَاتٍ: كارامەت ئىگىسى ئەۋلىيا.

كَرَاهَةٌ: يامان كۆرمەك، ئۆچ كۆرمەك، يىرگەنمەك، نەپرەتلەنمەك.

كَرَاهَةُ التَّدْخِيْنِ: تاماكىدىن يىرگەنمەك.

كَرَاهَةٌ عُنْصُرِيَّةٌ: ئىرقىي كەمسىتىش.

كَرَاهِيَّةٌ: بىزار قىلىدىغان، زېرىكتۈرىدىغان، نەپرەتلەنمەك، ئۆچ كۆرمەك.

عَنْ كَرَاهِيَّةٍ: مەجبۇرىي، زورلۇق بىلەن.

كَرَاوِيًّا: ئارپىبەدىيان.

كَرَبَ يَكْرُبُ كَرْبًا الْأَمْرُ الشَّخْصَ: ئىش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلدى، قاتتىق كەلدى.

كَرَبَ الْأَرْضَ: يەرنى ھەيدىدى، ئاغدۇردى.

كَرَبَهُ الْغَمّ: قاتتىق غەمدە قالدى.

كَرَبَتْهَا الْمَشَاكِلُ: ئۇنىڭغا ئېغىرچىلىقلار كەلدى.

كَرَبَ الْحَبْلَ: ئارغامچا ئەشتى.

كَرَبَ يَكْرُبُ كُرُوْبًا: يېقىنلاشتى، يېقىن قالدى.

كَرَبَ يَفْعَلُ كَذَا: ئۇ بۇنى قىلغىلى تاس قالدى.

كَرَبَتِ الشَّمْسُ: كۈن ئولتۇراي دەپ قالدى.

كَرَبَ يَكْرُبُ كَرْبًا وَ كِرَابًا الْأَرْضَ لِلزَّرْعِ: يەرنى تېرىش ئۈچۈن ئاغدۇردى.

كَرِبَ يَكْرُبُ كَرَبًا الرَّجُلُ: قايغۇردى، غەم قىلدى.

كَرْبٌ ج كُرُوْبٌ: غەم، قايغۇ، خاپىلىق.

﴿وَنَجَّيْنَاهُ وَأَهْلَهُ مِنَ الْكَرْبِ الْعَظِيمِ﴾ «قرآن»: بىز ئۇنى ۋە ئۇنىڭ ئەۋلىرىنى چوڭ غەمدىن قۇتقۇزدۇق.

«لِقَاءُ الْخَلِيْلِ يُفَرِّجُ الْقُلُوْبَ وَ فِرَاقُهُ يُهَيِّجُ الْكُرُوْبَ»: دوست بىلەن ئۇچرىشىش دىللارنى سۆيۈندۈرىدۇ، ئۇنىڭدىن ئايرىلىش قايغۇلارنى قوزغايدۇ.

كُرْبٌ: قايغۇلۇق، كۆلپەتلىك، كۆڭلى يېرىم.

كِرْبَاجٌ ج كَرَابِيْجُ: قامچا.

ضَرَبَهُ بِالْكِرْبَاجِ: ئۇنى قامچىلىدى، ساۋىدى.

يَدُ الْكِرْبَاجِ: قامچا سېپى.

كِرْبَاسٌ ج كَرَابِيْسُ: پاختا رەخت، يىپ رەخت.

كِرْبَالٌ ج كَرَابِيْلُ: پاختا ئېتىش ماشىنىسى؛ ئوقيا.

كُرْبَةٌ ج كُرَبٌ: غەم، قايغۇ، خاپىلىق.

«مَنْ نَفَّسَ عَنْ مُؤْمِنٍ كُرْبَةً مِنْ كُرَبِ الدُّنْيَا نَفَّسَ اللهُ عَنْهُ كُرْبَةً مِنْ كُرَبِ يَوْمِ الْقِيَامَةِ» «حديث»: كىمكى دۇنيا ئېغىرچىلىقلىرىدىن بىر ئېغىرچىلىقنى مۇئمىندىن كۆتۈرۈۋەتسە، ئاللاھ ئۇنىڭدىن قىيامەت كۈنىنىڭ ئېغىرچىلىقلىرىدىن بىر ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋېتىدۇ.

فَرَّجَ اللهُ كُرْبَتَكَ: ئاللاھ غەم ـ قايغۇڭدىن خالاس قىلسۇن.

كَرْبُونٌ: كاربون، تاشكۆمۈر يېغى، ئېلېكترئوگول (خىمىيىلىك ئېلېمېنت).

وَرَقُ الْكَرْبُونِ: قارا قەغەز، كاربونلۇق قەغەز.

كَرْبُونَاتٌ، كَرْبُونَاةٌ: كاربوناتلار، كاربونات كىسلاتا تۇزى.

كَرْبُونَاتُ الصَّوْدَا: ناترىي گىدرو كاربونات.

كَرْبُونِيٌّ: كاربونلۇق.

حَامِضٌ كَرْبُونِيٌّ: كاربون ئىككى ئوكسىدى.

الْفُولَاذُ الْكَرْبُونِيُّ: كاربونلۇق پولات.

كُرَةٌ ج كُرَاتٌ: يۇمىلاق جىسىم، شارسىمان جىسىم.

الْكُرَةُ الْأَرْضِيَّةُ: يەر شارى.

كُرَةُ الرِّيشِ: پەي توپ.

كُرَةُ السَّلَّةِ: ۋاسكېتبول.

كُرَةُ الطَّاوِلَةِ: تىكتاك توپ.

كُرَةُ الطَّائِرَةِ: ۋالىبول.

كُرَةُ الْقَدَمِ: پۇتبول.

كُرَةُ اللَّعِبِ: پوكزەك، توپ.

كُرَةُ الْمَاءِ. الْكُرَةُ الْمَائِيَّةُ: سۇ توپى.

كُرَةُ الْكَوَاكِبِ: گلوبۇس.

الْكُرَةُ السَّمَاوِيَّةُ: ئاسمان شارى.

كَرَثَ يَكْرُثُ كَرْثًا الْغَمُّ فُلَانًا: پالاننى غەم ـ قايغۇ بېسىۋالدى.

كَرِجَ يَكْرَجُ كَرَجًا الْخُبْزُ: نان كۆكىرىپ قالدى، پاختىلىشىپ قالدى.

كَرِخَ يَكْرَخُ كَرَخًا الْمَاءَ: سۇنى باشلىدى.

كَرَدَ يَكْرُدُ كَرْدًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئۈزۈۋەتتى، كېسىۋەتتى.

كَرَدَهُ: ئۇنى توسۇدى، قوغلىۋەتتى.

كَرَدَ الدَّابَّةَ: ئۇلاغنى ھەيدىدى.

كَرْدَسَ يُكَرْدِسُ كَرْدَسَةً: ئۇششاق چامداپ ماڭدى، دەلدەڭشىدى.

كَرْدَمٌ ج كَرَادِمُ: پاكار، پاكىنەك، پەتەك.

كُرْدُوسَةٌ ج كَرَادِيسُ: ئاتلىق ئەسكەرلەر باتالىيونى.

كُرْدُومٌ ج كَرَادِيمُ: پاكار، پاكىنەك، پەتەك.

كَرَّ يَكُرُّ كَرًّا وَ كُرُورًا: قايتتى، ياندى.

كَرَّ اللَّيْلُ وَ النَّهَارُ: كېچە بىلەن كۈندۈز ئالماشتى.

كَرَّ عَلَى الْعَدُوِّ: دۈشمەنگە ھۇجۇم قىلدى.

كَرَّ عَلَيْهِ الْحَدِيثَ: سۆزنى ئۇنىڭغا قايتىلىدى.

كَرَّ يَكِرُّ كَرِيرًا: خىرقىرىدى، خارقىرىدى.

كَرٌّ: قايتماق، يانماق، ئالماشماق؛ ھۇجۇم قىلماق.

كَرُّ الْأَزْمَانِ: زامانلارنىڭ ئۆتۈشى، ۋاقىتلارنىڭ ئۆزىرىشى.

الْكَرُّ وَالْفَرُّ: ھۇجۇم قىلىش ۋە چېكىنىش.

الْحَرْبُ كَرٌّ وَ فَرٌّ: ئۇرۇش ھۇجۇم قىلىش ۋە چېكىنىش بىلەن بولىدۇ.

عَلَى كَرِّ الْأَيَّامِ: كۈنلەرنىڭ ئۆتۈشى بىلەن.

كَرٌّ ج كُرُورٌ: ئارغامچا، ئارقان.

كَرٌّ: كىيىم.

كُرٌّ ج كِرَارٌ: قۇدۇق.

كُرَّاتٌ: كۈدە، جۇسەي.

كَرَّازٌ ج كَرَارِيزُ: قويچى خۇرجۇننى ئارتىپ قويىدىغان قوچقار.

كُرَّاسٌ ج كَرَارِيسُ. كُرَّاسَةٌ ج كَرَارِيسُ: مەشىق دەپتىرى، دەپتەر؛ كىتابنىڭ بىر قىسمى؛ نۇسخا، ئۇلگە، ئۆرنەك؛ كىتابچە، رىسالە.

كَرَّامٌ ج كَرَّامُونَ: ئۈزۈمچى، ئۈزۈمزار ئىگىسى.

كَرَّةٌ ج كَرَّاتٌ: بىر قېتىم، بىر مەررە، بىر كەررە؛ يۈز مىڭ.

كَرَّةً أُخْرَى: يەنە بىر قېتىم.

كَرَّةٌ مُضَادَّةٌ: قايتۇرما ھۇجۇم.

﴿وَقَالَ الَّذِينَ اتَّبَعُوا لَوْ أَنَّ لَنَا كَرَّةً﴾ «قۇرئان»: ئەگەشكۈچىلەر: «كاشكى (دۇنياغا) قايتىشقا بولسا ئىدى»، دەيدۇ.

أَعَادَ الْكَرَّةَ: قايتۇرما ھۇجۇم قىلدى.

كَرَّرَ يُكَرِّرُ تَكْرَارًا: تەكرارلىدى، قايتىلىدى.

كَرَّرَتْ سُؤَالَهَا عَلَى أُمِّهَا: ئانىسىغا سوئالنى تەكرارلىدى.

كَرَّسَ يُكَرِّسُ تَكْرِيسًا الْبِنَاءَ: بىناغا ئۇل قويدى.

كَرَّسَ الشَّيْءَ: بىر-بىرىنى قوشتى.

كَرَّسَهُ: بەلگىلىدى، بېغىشلىدى.

كَرَّسَ حَيَاتَهُ لِخِدْمَةِ الْعِلْمِ: ھاياتىنى ئىلىمگە بېغىشلىدى.

كَرَّشَ يُكَرِّشُ تَكْرِيشًا وَجْهَهُ: قوشۇمىسىنى تۈردى.

كَرَّصَ يُكَرِّصُ تَكْرِيصًا: ئىرىمچىك يېدى.

كَرَّكَ يُكَرِّكُ تَكْرِيكًا ـتِ الدَّجَاجَةُ: مېكىيان كۇرۇك بولۇپ قالدى.

كَرَّمَ يُكَرِّمُ تَكْرِيمًا: ھۆرمەتلىدى، قەدىرلىدى.

كَرَّمَهُ: ئۇنىڭ قەدىرىگە يەتتى، ئۇنىڭغا ئەھمىيەت بەردى، ئۇنى ئەتىۋارلىدى.

كَرَّمَ اللهُ وَجْهَهُ: ئاللاھ ئۇنىڭغا شان-شەرەپ ئاتا قىلسۇن.

﴿وَلَقَدْ كَرَّمْنَا بَنِي آدَمَ﴾ «قۇرئان»: شەك-شۈبھىسىزكى، بىز ئادەم باللىرىنى ھۆرمەتلىك قىلدۇق.

كَرَّهَ يُكَرِّهُ تَكْرِيهًا: زېرىكتۈردى، بىزار قىلدى.

﴿وَكَرَّهَ إِلَيْكُمُ الْكُفْرَ وَالْفُسُوقَ وَالْعِصْيَانَ﴾ «قۇرئان»: سىلەرگە پىسقنى، كۇفرىنى ۋە گۇناھنى يامان كۆرسەتتى.

كَرَزَ يَكْرِزُ كُرُوزًا: يوشۇرۇندى، كىردى، داخىل بولدى.

كَرَزَ إِلَيْهِ: پاناھلىق تىلىدى، مايىل بولدى.

كَرَزٌ: گىلاس، گىلاس دەرىخى.

كُرْزٌ ج أَكْرَازٌ و كِرَزَةٌ: پادىچىنىڭ خۇرجۇنى.

كَرَزَةٌ ج كَرَزَاتٌ: بىر تال گىلاس.

كُرْزَمَةٌ: چۈشلۈك تاماق.

كُرْزِنٌ: پالتا، ئايپالتا.

كِرْزِينٌ: پالتا، ئايپالتا.

كَرِسَ يَكْرَسُ كَرَسًا الرَّجُلُ: ئىلىمغا تۇشتى، ئالىم بولدى.

كَرْسَعَ يُكَرْسِعُ كَرْسَعَةً الرَّجُلُ: قاترىدى، يۈگۈردى.

كَرْسَفَ يُكَرْسِفُ كَرْسَفَةً الدَّابَّةَ: ھايۋاننىڭ پېيىنى كېسىۋەتتى.

كَرْسَفَ الْجَمَلَ: تۆگىنى چىلك چۈشۈۋەتتى.

كُرْسُفٌ: پاختا.

كُرْسُوعٌ ج كَرَاسِيعُ: بېغىش سۆڭىكى.

كُرْسُوعُ الْقَدَمِ: ئوشۇق سۆڭىكى.

كُرْسِيٌّ ج كَرَاسِيٌّ و كَرَاسٍ: ئورۇندۇق.

كُرْسِيٌّ بِمَسَانِدَ: يۆلەنچۈكلۈك ئورۇندۇق.

كُرْسِيُّ الْآدَابِ: ئەدەبىيات كافېدراسى.

كُرْسِيُّ الْخِلَافَةِ: خەلىپىلىك تەختى، خەلىپىلىك دۆلەت پايتەختى.

كُرْسِيُّ الْمَلِكِ: پادىشاھنىڭ تەختى، پادىشاھلىق ئورۇن.

كُرْسِيُّ الْمَمْلَكَةِ: پايتەخت.

أُسْتَاذٌ كُرْسِيٌّ: پروفېسسور.

آيَةُ الْكُرْسِيِّ: ئايەتۇلكۇرسى (سۈرە بەقەرەنىڭ 255- ئايىتى).

كُرْسِيٌّ خَيْزُرَانٌ: بامبۇك چىۋىقتىن توقۇلغان ئورۇندۇق.

كُرْسِيُّ اللُّغَةِ الْعَرَبِيَّةِ: ئەرەب تىلى كافېدراسى.

كُرْسِيٌّ مُرِيحٌ: يۇمشاق ئورۇندۇق.

كُرْسِيٌّ هَزَّازٌ: ھەرىكەتچان ئورۇندۇق.

كُرْسِيٌّ دَائِرٌ: ئايلىنىدىغان ئورۇندۇق.

كَرِشَ يَكْرَشُ كَرَشًا الْوَجْهُ: يۈز قورۇلدى، قورۇق چۈشتى.

كِرْشٌ ج كُرُوشٌ و أَكْرَاشٌ: كۆشىگۈچى ھايۋانلارنىڭ ئاشقازىنى؛ كىشىنىڭ يېقىنلىرى.

«الْأَنْصَارُ كَرِشِي وَ عَيْبَتِي» «حديث»: ئەنسارلار مېنىڭ يېقىنلىرىم ۋە ئىشەنچلىك كىشىلىرىم.

كَرَصَ يَكْرِصُ كَرْصًا الشَّيْءَ: نەرسىنى يانجىدى، قولى بىلەن سىقتى.

كَرَضَ يَكْرُضُ كَرْضًا الشَّيْءَ: توپلىدى، يىغدى، جەملىدى.

كَرَعَ يَكْرَعُ كَرْعًا وَ كُرُوعًا فِي الْمَاءِ: سۇ ئوتلىدى، ئىچتى.

«كَرَعَ مِنْ مَنَاهِلِ الْعِلْمِ»: ئىلىم بۇلاقلىرىدىن ئىچتى.

كَرَعٌ: ئىچىلىدىغان يامغۇر سۈيى.

رِجَالٌ كَرَعٌ: چاكىنا ئادەملەر.

كَرَفَ يَكْرِفُ كَرْفًا وَ كِرَافًا الشَّيْءَ: نەرسىنى پۇرىدى.

كَرَفَ الْحِمَارُ: ئېشەك تېزەكنى پۇراپ بېشىنى كۆتۈردى، تۇمشۇقىنى ئاسمانغا قىلدى.

كَرْفَأَ يُكَرْفِئُ كَرْفَأَةً الْقَوْمُ: قوۋم ئارىلىشىپ كەتتى.

كَرْفَأَ الشَّعْرُ: چاچ چىگىشىپ كەتتى.

كَرْفَسَ يُكَرْفِسُ كَرْفَسَةً: لەلەڭشىپ ماڭدى، سۆرۈلۈپ ماڭدى.

كَرْفَسَ الْحَيَوَانَ: ھايۋاننى چۇشەپ قويدى.

كَرَفْسٌ: چىگسەي، كەرەپشە.

كُرْكٌ: خورۇم سومكا، خورۇم چاپان.

كَرْكَبَةٌ: قالايمىقانلاشتۇرماق.

كَرْكَةٌ: دىستىللىياتور، دۇملەش قازىنى.

كَرْكَدَّنٌ: كەركىدان.

كَرْكَرَ يُكَرْكِرُ كَرْكَرَةً فِي الضِّحْكِ: قاقاقلاپ كۈلدى.

كَرْكَرَ الْمَاءَ: سۇ شارقىرىدى.

كَرْكَرَ الْأَمْرَ: ئىشنى تەكرارلىدى، قايتىلىدى.

كَرْكَرَ الدَّجَّاجَةُ: توخۇ قاقاقلىدى.

كَرْكَرَ الرَّحَى: تۈگمەننى چۆرگىلەتتى.

كَرْكَرَ الْحِجَارَةَ عَلَى الطَّرِيقِ: يولغا قايتا تاش ياتقۇزدى.

كَرْكَرٌ: چايكا، بېلىقئالغۇچ.

كَرْكَرَةٌ: قاتتىق كۈلمەك، قاقاقلاپ كۈلمەك.

كَرْكُوبَةٌ ج كَرَاكِيبُ: كونا ئۆي جاھازلىرى.

كُرْكِيٌّ ج كَرَاكِيُّ: سۇر تۇرنا.

كَرُمَ يَكْرُمُ كَرَمًا وَ كَرَمَةً وَ كَرَامَةً: ئېسىل بولدى، ئالىيجاناب بولدى، قەدىرلىك بولدى.

كَرُمَ الرَّجُلُ: كىشى مەرد بولدى.

كَرُمَ السَّحَابُ: يامغۇر مول ياغدى.

كَرَمٌ: سېخىيلىك، مەردلىك، مەرھەمەت، خەير-ئېھسان.

كَرَمُ الْأَخْلَاقِ: ئەخلاقلىق.

كَرَمُ الْمَحْتِدِ: ئېسىل نەسەبلىك، ساخاۋەتلىك.

أَرْضٌ كَرَمٌ: مۇنبەت يەر.

كَرَمًا: سېخىيلىقتا، مەردلىكتە، شەپقەت قىلىپ، مەرھەمەت يۈزىسىدىن.

كَرْمٌ ج كُرُومٌ: باغچە، بوستانلىق، مېۋىلىك باغچە؛ ئۈزۈم.

كَرْمُ الْعِنَبِ: ئۈزۈملۈك، ئۈزۈمزار.

إِبْنَةُ الْكَرْمِ: ئۈزۈم ھارىقى، مۇسەللەس.

زِرَاعَةُ الْكَرْمِ: تال تىكىش، ئۈزۈم قويۇش.

كَرْمَشَ يُكَرْمِشُ كَرْمَشَةً: قوشۇمىسىنى تۈردى، چىرايىنى پۈرۈشتۈردى.

كَرْمَشَةٌ ج كَرَامِشُ: قورۇق، پۈرۈك.

كِرْنَافٌ ج كَرَانِيفُ: قالدۇق نەرسە، ئاشقان-تاشقان؛ ھارام شاخ.

كِرْنَافُ الْبُنْدُقِيَّةِ: مىلتىق پاينىكى.

**كُرُنْبٌ، كَرَنَبٌ**: كاللاك سەي، كاپۇستا.

**كَرْنَفَ يُكَرْنِفُ كَرْنَفَةً**: قىرقىدى، پۇتىدى، ياسىدى.

**كَرِهَ يَكْرَهُ كَرْهًا وَ كَرَاهِيَّةً وَ كَرَاهَةً وَ مَكْرَهَةً الشَّيْءَ**: نەرسىنى ياقتۇرمىدى، ياخشى كۆرمىدى، ئۆچ كۆردى، نەپرەتلەندى.

«إِنِّي أَكْرَهُ مَايَفْعَلُهُ الْمُنَافِقُ»: ئىككى يۈزلىمچىنىڭ ئىشلىرىنى مەن يامان كۆرىمەن.

﴿وَاللَّهُ مُتِمُّ نُورِهِ وَلَوْ كَرِهَ الْكَافِرُونَ﴾ «قۇرئان»: كۇففارلار يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ، ئاللاھ ئۆزىنىڭ نۇرىنى مۇكەممەل قىلغۇچىدۇر.

«مَاعَابَ رَسُولُ اللهِ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ طَعَامًا إِنْ اِشْتَهَاهُ أَكَلَهُ وَإِنْ كَرِهَهُ تَرَكَهُ» «حديث»: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھېچقاچان تاماقنى كەمسىتمىگەنىدى، كۆڭلى تارتسا يەيتتى، كۆڭلى تارتمىسا قويۇپ قوياتتى.

**كَرُهَ يَكْرُهُ كَرَاهَةً وَ كَرَاهِيَّةً**: زېرىكىشلىك بولدى، يامان بولدى، قەبىھ بولدى، مەكرۇھ بولدى.

**كَرُهَتْ رَائِحَةُ الْقَنَوَاتِ**: قانالالار سېسىق پۇرىدى.

**كُرْهٌ**: يامان كۆرمەك، ئۆچ كۆرمەك، يىرگەنمەك.

**طَوْعًا أَوْ كُرْهًا**: خالىسۇن ياكى خالىمىسۇن.

**كُرْهًا عَلَى كُرْهٍ**: مەجبۇرىي، زورلۇق بىلەن.

﴿وَوَصَّيْنَا الْإِنْسَانَ بِوَالِدَيْهِ إِحْسَاناً حَمَلَتْهُ أُمُّهُ كُرْهاً وَوَضَعَتْهُ كُرْهاً﴾ «قۇرئان»: بىز ئىنساننى ئاتا ـ ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرىدۇق، ئىنساننى ئانىسى مۇشەققەت بىلەن قورساق كۆتۈرۈپ، مۇشەققەت بىلەن تۇغدى.

«قَامَ بِهَذَا الْعَمَلِ عَلَى كُرْهٍ مِنْهُ»: ئۇ بۇ ئىشنى مەجبۇرەن قىلدى.

**كَرْهٌ**: ئۆچ كۆرمەك، يىرگەنمەك، مۇشەققەت، قىيىنچىلىق.

**كَرِهٌ**: يىرگىنىچلىك، زېرىكىشلىك، قەبىھ، يېقىمسىز.

**كَرَوَانٌ ج كِرْوَانٌ وَ كَرَاوِينُ**: لايخورەك.

**كَرَوْسَةٌ ج كَرَوْسَاتٌ**: ھارۋا.

**كَرَوْيَا. كَرَوْيَاءُ**: ئارپىبەدىيان.

**كُرَوِيٌّ**: يۇمىلاق.

**جِسْمٌ كُرَوِيٌّ**: يۇمىلاق جىسىم.

**كُرَوِيَّةٌ**: شارسىمان، شار شەكىللىك.

**الْأَرْضُ كُرَوِيَّةٌ**: زېمىن يۇمىلاقتۇر.

**كَرَى يَكْرِي كَرْيًا**: يۈگۈردى، چاپتى.

**كَرَى الْأَرْضَ**: يەرنى كولىدى، قازدى.

**كَرَى الشَّيْءَ**: نەرسىنى يۇمىلاقلىدى.

**كَرِيَ يَكْرَى كَرًى الرَّجُلُ**: كىشى ئۇخلىدى.

**كَرًى**: ئۇيقۇ، ئۇخلىماق.

«مَا ذُقْتُ طَعْمَ الْكَرَى مَوْلَايَ مُذْ أَمَدٍ إِلَى لِقَائِكَ تَوَاقًا وَتَحْنَانًا»: ئى بۇرادەر خېلىدىن بېرى سىلى بىلەن دىدارلىشىشنى ئويلاپ، سىلىنى سېغىنىپ، كۆرۈشكۈم كېلىپ، ئۇيقۇنىڭ تەمىنى تېتىپ باقمىدىم.

**كَرِيثٌ**: بالايىئاپەت، پاجىئە.

**كَرِيزٌ**: پىشلاق.

**كَرَيْزٌ**: گىلاس.

**كَرِيصٌ**: ئىرىمچىك، قۇرۇت.

**كَرِيمٌ ج كِرَامٌ وَ كُرَمَاءُ م كَرِيمَةٌ ج كَرِيمَاتٌ و كَرَائِمُ**: مەرد، سېخىي، شەپقەتلىك، ئېسىل، ئالىيجاناب، قىزغىن، سەممىي.

**كَرِيمُ الْأَخْلَاقِ**: پاك، ئەخلاقلىق.

**كَرِيمُ الْأَصْلِ**: ئاقسۆڭەك، ئېسىلزادە.

**كَرِيمُ الْعَيْنِ**: يەكچەشمە.

**كَرِيمُ النَّفْسِ**: ئالىيجاناب، يۇقىرى مەرتىۋىلىك.

**جَوَادٌ كَرِيمٌ**: ساپ نەسىللىك يورغا ئات.

**دَمٌ كَرِيمٌ**: كېلىپ چىقىشى ئېسىل.

**حَجَرٌ كَرِيمٌ**: گۆھەر، ياقۇت، ئېسىل تاش.

**حِصَانٌ كَرِيمٌ**: نەسىللىك ئات، تۇلپار.

مَعْدَنٌ كَرِيمٌ: قىممەتلىك مېتال.

وَجْهٌ كَرِيمٌ: گۈزەل چىراي.

الْقَارِئُ الْكَرِيمُ: قەدىرلىك كىتابخان، ھۆرمەتلىك ئوقۇغۇچى.

عِشْ عَزِيزًا أَوْ مُتْ كَرِيمًا: ئىززەت بىلەن ياشا ياكى مەردلىك بىلەن ئۆل.

وَصَلَنِي خِطَابُكَ الْكَرِيمُ: قىممەتلىك خېتىڭىز ماڭا تەگدى.

الْكَرِيمُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، «كۆپ ئاتا قىلغۇچى، ئاتاسى تۈگىمەيدىغان ئاللاھ»، دېگەن مەنىدە.

﴿مَا غَرَّكَ بِرَبِّكَ الْكَرِيمِ﴾ «قرآن»: سېنى كۆپ ئاتا قىلغۇچى پەرۋەردىگارىڭغا ئاسىيلىق قىلىشقا نېمە ئالدىدى؟

كَرِيمَةُ الرَّجُلِ: كىشىنىڭ قىزى.

عَقَدَ الْأَبُ قِرَانَ كَرِيمَتِهِ: ئاتا قىزىنى ياتلىق قىلدى.

الْكَرِيمَتَانِ: بىر جۈپ كۆز.

«لَمْ يَقْرَأِ الْمَوْضُوعَ بِإِمْعَانٍ بَلْ مَرَّ عَلَيْهِ مُرُورَ الْكِرَامِ»: ماۋزۇنى كۆڭۈل قويۇپ ئوقۇماي، بەلكى كۆز يۈگۈرتۈپلا چىقتى.

كَرَائِمُ السَّيِّدَاتِ: ھۆرمەتلىك خانىملار.

كَرَائِمُ الْمَالِ: مالنىڭ ئېسىللىرى، ياخشىلىرى.

كِرِيمٌ: يۈز مېيى.

كِرِيمَةٌ: ماروژنى.

كَرِيهٌ: يىرگىنچلىك، زېرىكىشلىك، قەبىھ.

كَرِيهُ الْمَنْظَرِ: كۆرۈمسىز، بەتبەشىرە.

كَرِيهُ الرَّائِحَةِ: سېسىق، بەتبۇي.

كَرِيهُ الطَّعْمِ: تەمسىز، لاۋزا.

كَرِيهَةٌ ج كَرَائِهُ: بەختسىزلىك، ئاپەت، كۈلپەت؛ ئۇرۇش، جەڭ.

رَائِحَةٌ كَرِيهَةٌ: يېقىمسىز پۇراق.

شَهِدْتُ الْكَرِيهَةَ: جەڭگە قاتناشتىم.

كُرَيَّةٌ ج كُرَيَّاتٌ: كىچىك شار.

كُرَيَّاتُ الدَّمِ الْحَمْرَاءِ: قىزىل قان دانچىلىرى.

كُزَازٌ: تىترىمەك، بەزگەك.

كَزَازَةٌ: يىرىك، قاتتىق، قوپال.

كَزَازَةُ الْيَدِ: بېخىللىق قىلماق، پىخسىقلىق قىلماق.

كُزْبَرَةٌ/كُزْبُرَةٌ: يۇمغاقسۈت، ئاشكۆكى.

كَزَّ يَكُزُّ كَزًّا الشَّيْءَ: تارايتتى، قىسقارتتى، قورۇدى.

كَزٌّ ج كُزٌّ: قۇرۇپ قالغان، قورۇلۇپ قالغان، قەبىھ، سەت.

كَزُّ الْيَدَيْنِ: بېخىل، پىخسىق.

كُزٌّ: تىترىمەك، بەزگەك.

كَزَزٌ: بېخىللىق، پىخسىقلىق.

كُزَّازٌ: تىترىمەك، بەزگەك.

كَزْلَكٌ ج كَزَالِكُ: پىچاق، بەكە، قەلەمتىراش.

كَزْمٌ: قورقۇنچاق.

كَسَا يَكْسُو كَسْوًا ـــهُ: كىيىم كىيگۈزدى.

يَكْسُو الْعِلْمُ الرَّجُلَ هَيْبَةً: بىلىم كىشىنى سۈرلۈك كۆرسىتىدۇ.

﴿فَكَسَوْنَا الْعِظَامَ لَحْماً﴾ «قرآن»: ئاندىن سۆڭەككە گۆش قوندۇردۇق.

كَسَاهُ شِعْرًا: ئۇنى شېئىر يېزىپ مەدھىيىلىدى.

كَسَا حَدِيثَهُ مَلْحًا: يۇمۇرلۇق سۆزلىدى.

كِسَاءٌ ج أَكْسِيَةٌ: كىيىم.

الْغِذَاءُ وَالْكِسَاءُ: ئوزۇق-تۈلۈك ۋە كىيىم-كېچەك.

كَسَاءٌ: شان-شەرەپ.

كُسَاحٌ: پالەچلىك.

كُسَاحُ الْأَطْفَالِ: راخىت، كىچىك باللارنىڭ سۆڭەك قاتماسلىق كېسىلى.

كُسَاحَةٌ: ئەخلەت، سۈپۈرۈندە.

كَسَادٌ: كاسات، كاساتلىق.

كَسَادٌ عَالَمِيٌّ: دۇنياۋى ئىقتىسادىي كرىزىس.

﴿وَتِجَارَةٌ تَخْشَوْنَ كَسَادَهَا﴾ «قرآن»: ئاقماي

قىلىشتىن قورققان تىجارەتچىلار.

كُسَارٌ. كُسَارَةٌ: پارچە، سۇنۇق.

كَسَأَ يَكْسَأُ كَسْأً الدَّابَّةَ: ئۇلاغنى ھەيدىدى.

كَسَأَ الْقَوْمَ: قەۋمنى يەڭدى، غالىب كەلدى.

كَسَأَهُ بِالسَّيْفِ: ئۇنى قىلىچ بىلەن چاپتى.

كُسْءٌ ج أَكْسَاءٌ: نەرسىنىڭ قۇيرۇق قىسمى.

كَسَبَ يَكْسِبُ كَسْبًا مَالًا: مالغا ئېرىشتى، پايدىغا ئېرىشتى، قولغا كەلتۈردى، ھاسىل قىلدى.

﴿كُلُّ امْرِئٍ بِمَا كَسَبَ رَهِينٌ﴾ «قرآن»: ھەر ئادەم ئۆزىنىڭ قىلمىشىغا مەسئۇلدۇر.

كَسَبَ رِزْقَهُ: رىزقىنى تېپىپ يېدى.

كَسَبْنَا الْمَعْرَكَةَ: ئۇرۇشتا ئۇتتۇق.

كَسَبْتُ الدَّعْوَى: داۋادا ئۇتتۇم.

يَكْسِبُ صَدَاقَةَ الْآخَرِيْنَ: باشقىلارنىڭ دوستلۇقىنى قولغا كەلتۈرىدۇ.

كَسَبُوْا مَالًا وَفِيْرًا: ئۇلار كۆپ مالغا ئېرىشتى.

«يُرِيْدُ أَنْ يَكْسِبَ الْوَقْتَ لِلتَّفْكِيْرِ فِي الْأَمْرِ»: ئويلىنىۋېلىشقا ۋاقىت چىقارماقچى بولۇۋاتىدۇ.

كَسَبَ الْإِثْمَ: گۇناھنى ئۈستىگە ئالدى.

﴿وَمَن يَكْسِبْ خَطِيئَةً أَوْ إِثْماً ثُمَّ يَرْمِ بِهِ بَرِيئاً فَقَدِ احْتَمَلَ بُهْتَاناً وَإِثْماً مُّبِيناً﴾ «قرآن»: كىمكى بىر كىچىك گۇناھ ياكى بىر چوڭ گۇناھ قىلىپ قويۇپ، ئۇنى بىگۇناھ ئادەمگە چاپلىسا، ئۇ شۇ بوھتاننى ۋە ئوپئوچۇق بىر گۇناھنى ئۆزىگە يۈكلىۋالىدۇ.

كَسْبٌ: قولغا كەلتۈرمەك، ئېرىشمەك، ھاسىل قىلماق، قازانماق.

كَسْبُ الْقُوَى الْمُتَوَسِّطَةِ: ئوتتۇرىدىكى كۈچلەرنى قولغا كەلتۈرمەك.

«سَافَرَ إِلَى الْخَارِجِ بِقَصْدِ الْكَسْبِ»: كەسىپ قىلىش مەقسىتىدە سەپەرگە چىقتى.

«سَعَى إِلَى كَسْبِ الْمُبَادَرَةِ بِقَدْرِ الْمُسْتَطَاعِ»: مۇمكىنقەدەر تەشەببۇسكارلىقنى قولغا كەلتۈرۈشكە تىرىشتى.

كُسْبُرَةٌ: يۇمغاقسۈت، ئاشكۆكى.

كُسْتَاكٌ: سائەت زەنجىرى.

كَسَحَ يَكْسَحُ كَسْحًا الْبَيْتَ: ئۆيىنى سۈپۈردى.

كَسَحَ الْبِئْرَ: قۇدۇقنىڭ سۈيىنى تارتىپ چىقىرىۋەتتى.

كَسَحَهُ مِنَ الْوُجُوْدِ: ئۇنى يوقاتتى، تۈگەتتى.

كَسَحَ الشَّيْءَ: نەرسىنى ئۇزۇۋەتتى، كېسىۋەتتى.

كَسَحَ مِنْ مَالِهِ: مېلىدىن ئالدى.

كَسِحَ يَكْسَحُ كَسَحًا الرَّجُلُ: پالەچ بولۇپ قالدى، بىر پۇتى تارتىشىپ ئاقساپ ماڭدى.

كَسَحٌ: پالەچلىك.

كَسْحَانٌ: راخىت كېسىلىگە گىرىپتار بولغۇچى.

كَسَدَ يَكْسُدُ كَسَادًا وَ كُسُوْدًا الشَّيْءُ: كاساتلاشتى، راۋاج تاپمىدى.

كَسَدَتِ السِّلْعَةُ: مال كاساتلاشتى، پاخاللاشتى.

كَسَدَ السُّوْقُ: بازار كاساتلاشتى.

كَسَرَ يَكْسِرُ كَسْرًا: سۇندۇردى، ئۇشتۇدى، ئاجراتتى.

كَسَرَ الْوَصِيَّةَ: ۋەسىيەتكە خىلاپلىق قىلدى.

كَسَرَ التَّاجِرَ: سودىگەرنى ۋەيران قىلدى.

كَسَرَ الْجَيْشَ: قوشۇننى مەغلۇپ قىلدى.

كَسَرَ الْعَطَشَ: ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇردى.

كَسَرَ حِدَّتَهُ: ھەيۋىسىنى سۇندۇردى.

كَسَرَ رِيْقَهُ: ئىشتىھاسىنى باستى.

كَسَرَ رَقَبَتَهُ: بويىنىنى سوزدى، بويىنىنى قايرىدى.

كَسَرَ قَلْبَهُ: ئۈمىدسىزلەندۈردى.

كَسَرَ شَرَفَهُ: ئابرۇيىنى تۆكتى.

كَسَرَ شَوْكَةَ الْغَضَبِ: ھەيۋىسىنى سۇندۇردى.

كَسَرَهُ عَنْ مُرَادِهِ: ئۇنى بۇرىۋەتتى.

كَسَرَ الصَّمْتَ: جىمجىتلىقنى بۇزدى.

كَسْرٌ: سۇندۇرماق، ئۇشتۇماق، بۇزماق، زىيان يەتكۈزمەك، خىلاپلىق قىلماق.

سَهْلُ الْكَسْرِ: ئاسان سۇنىدىغان.

كَسْرٌ إعْتِيَادِيٌّ: ئاددىي كەسىر.

كَسْرٌ حَقِيْقِيٌّ: توغرا كەسىر.

كَسْرٌ مُرَكَّبٌ: مۇرەككەپ كەسىر.

كَسْرٌ ج أَكْسَارٌ و كُسُوْرٌ: ئۆينىڭ بۆلۈكى، پارچە.

قَعَدَ فِي كَسْرِ بَيْتِهِ: ئۆيىنىڭ بۆلۈكىدا ئولتۇردى.

كَسْرَةٌ ج كَسَرَاتٌ: مەغلۇبىيەت، يېڭىلىش، ئۇتتۇرۇش.

وَقَعَتْ عَلَيْهِمُ الْكَسْرَةُ: ئۇلار مەغلۇپ بولدى.

كِسْرَةٌ ج كِسَرٌ: پارچە، ئۇۋاق، سۇنۇق، ئۇزۇندە.

كِسْرَى ج أَكَاسِرَةٌ: كىسرا (قەدىمكى ئىران پادىشاھلىرىنىڭ ھۆرمەت نامى).

كَسَّ يَكُسّ كَسًّا الشَّيْءَ: يانچىپ تالقان قىلىۋەتتى.

كُسٌّ ج أَكْسَاسٌ: جىنسىي يول ئېغىزى (ئاياللارنىڭ).

كَسَّبَ يُكَسِّبُ تَكْسِيْبًا الرَّجُلَ: ئېرىشتۈردى.

كَسَّبَهُ مَالًا كَثِيْرًا: ئۇنى كۆپ مال-مۈلۈككە ئېرىشتۈردى.

كَسَّبَ حَقًّا: ھوقۇقىقا ئېرىشتۈردى.

كَسَّحَ يُكَسِّحُ تَكْسِيْحًا: پالەچ قىلىپ قويدى، ئاقسىتىپ قويدى.

كَسَّرَ يُكَسِّرُ تَكْسِيْرًا الشَّيْءَ: نەرسىنى پارچە-پارچە قىلىۋەتتى.

كَسَّرَ الْإِضْرَابَ: ئىش تاشلاشنى بىكار قىلدى.

كَسَّرَ زُجَاجَ النَّافِذَةِ: دېرىزىنىڭ ئەينىكىنى چېقىۋەتتى.

كَسَّعَ يُكَسِّعُ كَسْعًا السَّفِيْنَةَ فِي الْبَحْرِ: دېڭىزدا كېمىنى ئىتتىرىپ ماڭغۇزدى.

كَسَّعَ فُلَانًا بِمَا سَاءَهُ: يامان گەپ قىلىپ كىشىگە ئازار بەردى.

كَسْعَةُ بَكْذَا: ئۇنىڭغا تەگەشتۇردى.

كُسْعَةٌ ج كُسَعٌ: قاشقا، قۇشنىڭ قۇيرۇقى ئاستىدىكى ئاق پەي؛ ئېشەك؛ قول؛ ئۇۋاق نان؛ ئىشلىتىلىدىغان كالا.

كَسَفَ يَكْسِفُ كُسُوْفًا وَجْهُهُ: چىرايى ئۆزگەردى، تۇتۇلدى.

كَسَفَ أَمَلُهُ: ئۈمىدى ئۈزۈلدى.

كَسَفَتِ الشَّمْسُ: كۈن تۇتۇلدى.

كَسَفَتْ حَالُهُ: ئۇنىڭ ئەھۋالى يامانلاشتى.

كِسْفَةٌ ج كِسَفٌ وَ أَكْسَافٌ وَ كُسُوْفٌ: پارچە، بۆلەك.

﴿وَإِن يَرَوْا كِسْفاً مِّنَ السَّمَاءِ﴾ «قرآن»: ئەگەر ئۇلار ئاسماننىڭ بىر پارچىسى چۈشۈپ كەتكەنلىكىنى كۆرسە....

كَسْكَسَ يُكَسْكِسُ كَسْكَسَةً الشَّيْءَ: نەرسىنى كۇكۇم-تالقان قىلىۋەتتى، ئۇۋۇتىۋەتتى.

كِسْكِسٌ: نىرى تۈر.

كَسْكَسَةٌ: چېكىنمەك، ئارقىغا قايتماق، داجىماق.

كَسِلَ يَكْسَلُ كَسَلًا: ھورۇنلۇق قىلدى، بوشاپ كەتتى، بوشاڭلىق قىلدى.

كَسِلَ التِّلْمِيْذُ فَلَمْ يَكْتُبْ تَمَارِيْنَهُ: شاگىرت بوشاڭلىق قىلىپ تاپشۇرۇقنى يازمىدى.

كَسَلٌ: ھورۇنلۇق، ئەزمىلىك، يالقاۋلىق.

كِسْلٌ . كَسْلَانُ ج كُسَالَى وَ كَسْلَى م كَسِيْلَةٌ وَ كَسْلَانَةٌ وَ كَسْلَى: ھورۇن، ئىشياقماس، يالقاۋ، ئېرىنچەك، بوشاڭ، ئېرىنچەك.

﴿وَإِذَا قَامُوٓاْ إِلَى الصَّلَاةِ قَامُواْ كُسَالَى﴾ «قرآن»: ئۇلار ناماز ئوقۇشقا تۇرغاندا خۇشياقماسلىق بىلەن تۇرىدۇ.

«دُمْ قُرَّةَ الْعَيْنِ سَبَّاقًا إِلَى دُرَجِ الْـ ـعُلُوْمِ سَعْيًا إِلَيْهَا غَيْرَ كَسْلَانِ»: ئى كۆزۈمنىڭ نۇرى (ئەزىزىم) كۆنسايىن تىرىشقىن، ئىلىم - مەرىپەت چوققىسىغا ئۆرلە، ھورۇنلۇق قىلما.

اَلْكَسْلَانُ لَايَذُوقُ طَعْمَ السَّعَادَةِ: ھورۇن بەختنىڭ تەمىنى تېتىيالمايدۇ.

كَسَمَ يَكْسِمُ كَسْمًا عَلَى عِيَالِهِ: ئائىلىسىنى بېقىش ئۈچۈن جاپا چەكتى.

كُسْوَةٌ ، كِسْوَةٌ ج كُسًى وَ كِسَاوٍ: كىيىم، كىيىم-كېچەك؛ يوپۇق.

كِسْوَةٌ رَسْمِيَّةٌ: ھەربىيچە كىيىم، ھەربىي فورما.

كِسْوَةُ الْكَعْبَةِ: كەئبىنىڭ يوپۇقى.

﴿وَعلَى الْمَوْلُودِ لَهُ رِزْقُهُنَّ وَكِسْوَتُهُنَّ بِالْمَعْرُوفِ﴾ «قرآن»: ئاتىلار ئانىلارنى قائىدە بويىچە يېمەك-ئىچمەك ۋە كىيىم-كېچەك بىلەن تەمىنلەپ تۇرۇشى كېرەك.

لَبِسَ كُسْوَةً زَرْقَاءَ جَمِيْلَةً: چىرايلىق كۆك تون كىيدى.

اَلْكِسْوَةُ الشَّرِيْفَةُ: بەيتۇللاھنىڭ يوپۇقى بولۇپ، ھەر يىلى يېڭىلىنىپ تۇرىدۇ.

كُسُوفٌ: كۈن تۇتۇلۇش.

كُسُوفٌ جُزْئِيٌّ: كۈننىڭ يېرىم تۇتۇلۇشى.

كُسُوفٌ كُلِّيٌّ: كۈننىڭ پۈتۈن تۇتۇلۇشى.

كَسُولٌ: ھورۇن، ئىشياقماس، ياللاۋ، ئېرىنچەك، بوشاڭ.

لَنْ يَنْجَحَ الْكَسُولُ: ھورۇن مۇۋەپپەقىيەت قازىنالمايدۇ.

كَسِيَ يَكْسَى كَسْيًا الثَّوْبَ: كىيىم كىيدى.

كُسًى ج أَكْسَاءٌ: قۇيرۇق، كاسا.

رَكِبَ أَكْسَاءَهُ: ئوڭدىسىغا چۈشتى.

كَسِيبٌ: قولغا كەلتۈرگۈچى، ھاسىل قىلغۇچى.

كَسِيحٌ . كُسَيْحٌ: راخىت كېسىلىگە گىرىپتار بولغۇچى.

كَسِيدٌ: كاساتلاشقان، كاسات.

كَسِيرٌ ج كَسْرَى وَ كَسَارَى: چېقىلغان، پاچاقلانغان، سۇندۇرۇلغان، گۇمران قىلىنغان، بۇزۇلغان.

كَسِيرُ الْخَاطِرِ: بېشى چۈشۈپ كەتكەن، روھى چۈشكۈن، ئۈمىدسىز.

كَسِيرُ الْقَلْبِ: ئەلەملىك، ئېچىنىشلىق، قايغۇلۇق، كۆڭلى زىدە.

عَظْمٌ كَسِيرٌ: سۇنغان سۆڭەك.

جُنْدِيٌّ كَسِيرٌ: مەغلۇپ بولغان قوشۇن.

كَشَا يَكْشُو كَشْوًا الشَّيْءَ: چىشلەپ يۇلۇۋالدى.

كُشَاحٌ: بىقىن ئاغرىش.

كُشَاحَةٌ: ئاداۋەت، ئاداۋەت ساقلاش.

كِشَافَةٌ: تەكشۈرمەك، چارلىماق، قىدىرىپ تەكشۈرمەك؛ رازۋېدكىچىلىك.

كَشَأَ يَكْشَأُ كَشْأً اللَّحْمَ: گۆشنى قاقلاپ پىشۇردى.

كَشَأَ الطَّعَامَ: تاماقنى ئالدىنقى چىش بىلەن يېدى.

كَشَأَ الشَّيْءَ: نەرسىنى سويدى.

كُشْأَةٌ: ئەيىب، نۇقسان.

مَا فِي جَسَدِهِ كُشْأَةٌ: ئۇنىڭ بەدىنىدە ئەيىب يوق.

كُشْثُبَانٌ /كُشْتُبَانٌ: ئويماق (تىككۈچىنىڭ).

كَشَحَ يَكْشَحُ كَشْحًا: قوغلىۋەتتى، ھەيدىۋەتتى.

كَشَحَ الْقَوْمَ: قەۋمنى تارقىتىۋەتتى.

كَشَحَ لَهُ: ئۇنىڭغا دۈشمەنلىك بىلەن قارىدى، ئۆچمەنلىك بىلەن قارىدى.

كَشَحَ الظَّلَامُ: قاراڭغۇلۇق كۆتۈرۈلدى.

كَشِحَ يَكْشَحُ كَشَحًا: ئاغرىپ قالدى، زاتىل كېسىلى بولۇپ قالدى.

كَشْحٌ ج كُشُوحٌ: بىقىن.

طَوَى كَشْحَهُ عَلَى الْأَمْرِ: ئىشنى داۋاملاشتۇردى.

كَشَدَ يَكْشِدُ كَشْدًا الشَّيْءَ: چىشلەپ ئۈزۈۋالدى.

كَشَدَ النَّاقَةَ: تۆگىنى ئۈچ بارمىقى بىلەن ساغدى.

كَشْدٌ: تىرىكچىلىك ئۈچۈن جاپالىق ئىشلىگۈچى.

كِشْدَةٌ: سېرىقماي.

كَشَرَ يَكْشِرُ كَشْرًا عَنْ أَسْنَانِهِ: چىشنى كۆرسەتتى، چىشنىڭ ئۇچىنى چىقاردى، ھىجايدى.

كَشَرَ السَّبُعُ عَنْ نَابِهِ: يىرتقۇچ ھايۋان خىرىس قىلدى.

كَشَرَ فِي وَجْهِهِ: ھومىيىپ قارىدى.

كَشِرَ يَكْشَرُ كَشَرًا: قاچتى.

كَشْرٌ: قۇرۇق نان.

كَشْرٌ: مېۋىسى يېپىلىپ كەتكەن قۇرۇق ساپاق.

كُشْرَةٌ: ھىجايماق.

كَشَّ يَكِشُّ كَشًّا وَكَشِيشًا الثُّعْبَانُ: يىلان كۇشۇلدىدى، شىرىلدىدى.

كَشَّاشٌ: قوغلىغۇچى، قوغلاپ چىقارغۇچى.

كَشَّاشُ الْحَمَّامِ: كەپتەرۋاز.

كَشَّافٌ ج كَشَّافَةٌ: پاش قىلغۇچى، ئاشكارا قىلغۇچى؛ بايقىغۇچى، رازۋېدكا قىسىم؛ تامۇزنا؛ ۋاكالىتەن باشقۇرغۇچى.

الْفِتْيَانُ الْكَشَّافَةُ ـ الشُّبَّانُ الْكَشَّافَةُ: ئىزچىلار.

كُشَّةٌ: ماكلاي چاچ، سېپكىلەك چاچ؛ چار بازارچىلىق، بازارمۇ بازار يۈرۈپ تىجارەت قىلىش، سەييارە سودىگەرچىلىك.

كَشَّحَ يُكَشِّحُ تَكْشِيحًا الْعُودَ: ياغاچنى ئاقلىدى.

كَشَّحَ الْجَمَلَ: تۆگىنىڭ بىقىنىغا ئەن سالدى.

كَشَطَ يَكْشِطُ كَشْطًا: سويدى، قىردى.

كَشَطَ الْجِلْدَ عَنِ الذَّبِيحَةِ: قوينى سويدى.

كَشَطَ الْكِتَابَةَ: يېزىقنى ئۆچۈرۈۋەتتى، سىزىۋەتتى.

كَشَعَ يَكْشَعُ كَشْعًا الْقَوْمُ: قوۋم كەتتى، باردى.

كَشِعَ يَكْشَعُ كَشَعًا: زېرىكتى.

كَشَفَ يَكْشِفُ كَشْفًا: ئاچتى، كەشىپ قىلدى، ئاشكارىلىدى.

كَشَفَ عَنِ الشَّيْءِ: پاش قىلدى.

كَشَفَهُ: ئېچىپ تاشلىدى.

كَشَفَ اللّٰهُ هَمَّهُ: ئاللاھ ئۇنىڭ غەم-قايغۇسىنى كۆتۈرۈۋەتتى.

كَشَفَتِ النِّقَابَ عَنْ وَجْهِهَا: يۈزىنى ئېچىۋەتتى، چۈمبىلىنى ئېلىۋەتتى.

﴿رَبَّنَا اكْشِفْ عَنَّا الْعَذَابَ إِنَّا مُؤْمِنُونَ﴾ «قۇرئان»: پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن ئازابنى كۆتۈرۈۋەتكىن، بىز ھەقىقەتەن ئىمان كەلتۈرگۈچىمىز.

«كَشَفَتِ الْحَرْبُ عَنْ سَاقِهَا»: ئۇرۇش ئەۋجىگە چىقتى.

كَشْفٌ: ئاچماق، پاش قىلماق، ئاشكارىلىماق، ئىلھام بىلەن بىلمەك؛ ئىجاد قىلماق، كەشىپ قىلماق.

أَهْلُ الْكَشْفِ: ئالدىدىن ئېيتىپ بەرگۈچى، كارامەت قىلغۇچى.

كَشْفُ الْحِجَابِ: يوپۇق ئاچماق.

كَشْفٌ ج كُشُوفٌ: تىزىم، تىزىملىك، يوقلىما، جەدۋەل؛ ئۆلگە، نەمۇنە.

كُشُوفٌ إِنْتِخَابِيَّةٌ: سايلىغۇچىلار تىزىملىكى.

كَشْفِيٌّ: تەتقىقاتقا مەنسۇپ، ئىزدىنىشكە ئائىت.

بِعْثَةٌ كَشْفِيَّةٌ: تەكشۈرۈش گۇرۇپپىسى، چارلاش ئەترىتى.

كُشْكٌ ج أَكْشَاكٌ: بوتكا.

كُشْكُ الصُّحُفِ: گېزىت-ژۇرنال بوتكىسى.

كُشْكُ الْهَاتِفِ: تېلېفون بوتكىسى.

كُشْكُ الْمُرُورِ: قاتناش ساقچىسى قاراۋۇلخانىسى.

كُشْكُ الدَّيْدَبَانِ: قاراۋۇلخانا، قاراۋۇل پونكىتى.

كُشْكُ الإِشَارَاتِ (فِي سِكَّةِ الْحَدِيدِ): سىگنال پونكىتى.

كَشْكَشَ يُكَشْكِشُ كَشْكَشَةً: قاچتى، قېچىپ كەتتى؛ شىلدىرلىدى.

كَشْكُولٌ ج كَشَاكِلُ: تىلەمچىنىڭ خالتىسى، مەشىق دەپتىرى، گېزىتتىكى مۇھىم خەۋەرلەر.

كَشَمَ يَكْشِمُ كَشْمًا الأَنْفَ: بۇرۇننى كېسىۋەتتى.

كَشْمِيرٌ: كەشمىر، ئېسىل يۇڭ، يىپەك.

شَالٌ كَشْمِيرٌ: يۇڭ-يىپەك، رومال، كەشمىر ياغلىق.

كَشُوذٌ ج كُشُذٌ: تېرىكچىلىك قىلىش ئۈچۈن جاپا چېكىپ ئىشلىگۈچى.

كَشِيفٌ: ئېچىلغان، ئوچۇق، يالىڭاچ.

كُظْرٌ ج كِظَارٌ: بۆرەك مېيى.

كُظْرِيٌّ: بۆرەك ئۈستى، بۆرەك ئۈتىنىڭ، بۆرەك ئۈستىدىكى.

الْغُدَّةُ الْكُظْرِيَّةُ: بۆرەك ئۈتى بېزى.

كَظَّ يَكِظُّ كَظًّا الطَّعَامُ فُلَانًا: قورسىقى ئېسىلىپ كەتتى.

كَظَّ يَكُظُّ كَظَاظًا وَ كَظَاظَةً الْأَمْرُ فُلَانًا: پالاننى قايغۇرتتى، ھەسرەت چەكتۈردى، ھەسرەتتە قويدى، ئەلەم قىلدى، غەم-قايغۇغا دۇچار قىلدى.

كِظَّةٌ: ئىچ-باغرى؛ كۆپمەك.

كَظَمَ يَكْظِمُ كَظْمًا الْبَابَ: ئىشىكنى تاقىدى، ئەتتى، قۇلۇپلىدى.

كَظَمَ النَّهْرَ: ئېرىقنى تىندۇردى، توسۇدى.

كَظَمَ الشَّيْءَ: نەرسىنى توسۇدى.

كَظَمَ يَكْظِمُ كَظْمًا وَ كُظُومًا غَيْظَهُ: ئاچچىقىنى يۇتتى.

«إِذَا تَثَاءَبَ أَحَدُكُمْ فَلْيَكْظِمْ مَا اسْتَطَاعَ» «حديث»: سىلەر بىرىڭلار ئەسنىگەن چاغدا مۇمكىنقەدەر قايتۇرسۇن.

كَظِيظٌ: قورسىقى ئېسىلىپ كەتكەن، غەزەپلەنگەن، ئاچچىقلانغان، قىستاڭچىلىق.

كَظِيمٌ: غەمكىن، قايغۇلۇق، ئىچى سىقىلغان.

﴿وَابْيَضَّتْ عَيْنَاهُ مِنَ الْحُزْنِ فَهُوَ كَظِيمٌ﴾ «قرآن»: قايغۇدىن (كۆپ يىغلاپ) ئىككى كۆزى ئاقىرىپ كەتتى، ئۇ تولۇپ تاشقان غەزىپىنى ئىچىگە يۇتقانىدى.

كَظِيمَةٌ ج كَظَائِمُ: تېرموس، چايدان.

كَعَا يَكْعُو كَعْوًا: قورقۇنچاقلىق قىلدى.

كَعَبَ يَكْعَبُ كُعْبًا الثَّدْيُ: كۆكسى كۆتۈرۈلدى، تومپىيىپ چىقتى.

كَعْبٌ ج كُعُوبٌ: بوغۇم، ئۇگە؛ (قومۇش قاتارلىقلارنىڭ).

عُلُوُّ الْكَعْبِ: شەرەپ، ئابرۇي.

كَعْبٌ ج كُعْبٌ وَ كِعَابٌ: 4 كۇادراتلىق.

كَعْبُ النَّرْدِ: شىشخال.

كَعْبٌ ج كِعَابٌ وَ كُعُوبٌ وَ أَكْعُبٌ: ئوشۇق.

﴿وَامْسَحُوا بِرُؤُوسِكُمْ وَأَرْجُلَكُمْ إِلَى الْكَعْبَيْنِ﴾ «قرآن»: بېشىڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، پۇتۇڭلارنى ئوشۇقلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار.

«مَاأَسْفَلَ مِنَ الْكَعْبَيْنِ مِنَ الْإِزَارِ فَفِي النَّارِ» «حديث»: ئىشتاننىڭ ئۇزۇنلۇقى ئىككى ئوشۇقتىن ئېشىپ كەتسە، ئوشۇقنىڭ تۆۋىنى دوزاختا ئازابلىنىدۇ.

كَعْبَةٌ ج كِعَابٌ وَ كَعَبَاتٌ: كەئبە (مەككە مۇكەررەمەدىكى بەيتۇللاھ).

كَعْبَةُ الْآمَالِ: ئارزۇ-ئۈمىدتىكى نىشان، ئارزۇ-ئۈمىد كەئبىسى.

﴿جَعَلَ اللَّهُ الْكَعْبَةَ الْبَيْتَ الْحَرَامَ قِيَاماً لِلنَّاسِ﴾ «قرآن»: ئاللاھ بەيتۇلھەرام بولغان كەئبىنى ئىنسانلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ئىشلىرىنىڭ ئۇتتۇقى قىلدى.

كُعْبَةٌ: قىزلىق، قىزلىق پەردە.

كُعْبُرَةٌ ج كَعَابِرُ: تۈگۈن؛ بوغۇم، ئۇگە.

كُعْبُرِيٌّ: يان بۆلەك سۆڭەكنىڭ.

كُعْبُورَةٌ ج كَعَابِيرُ: تۈگۈن؛ بوغۇم، ئۇگە.

كَعْتٌ م كَعْتَةٌ: توم قىسقا.

كُعْتَةٌ: شېشىنىڭ ئېغىزى.

كَعَرَ يَكْعَرُ كَعْرًا فُلَانًا: ئەيىبلىدى، قاتتىق

ئەيىبلىدى.

كَعَزَ يَكْعَزُ كَعْزاً: بارماقلىرى بىلەن نەرسىنى يىغدى.

كَعْسَمٌ ج كَعَاسِمُ: قۇلۇن.

كَعَّ يَكِعُّ كَعًّا وَ كُعُوعًا وَ كَعَاعَةً وَ كَيْعُوعَةً: قورقۇنچاقلىق قىلدى؛ ياندۇردى، قوستى.

كَعٌّ: قورقۇنچاق، يۈرەكسىز.

كَعَّبَ يُكَعِّبُ تَكْعِيبًا الشَّيْءَ: كۇپقا ئايلاندۇردى، كۇپقا كۆتۈردى.

كَعَّبَ الْعَدَدَ: سانىنى بىر ھەسسە كۆپەيتتى.

كَعَّبَتِ الْفَتَاةُ: قىزنىڭ كۆكسى كۆتۈرۈلدى.

كَعْكٌ وَاحِدَةٌ كَعْكَةٌ ج كَعْكَاتٌ: پېچىنە، پىرەنىك، تورت.

كَعْلٌ: يىغىسىق باي؛ پەس پادىچى.

كَعْمٌ ج كِعَامٌ: قورالنىڭ غىلىپى.

كَعِيَ يَكْعَى كَعْيًا عَنْهُ: ئاجىز كەلدى، ئىلاجسىز قالدى.

لَاكِفَاءَ لَهُ: ئۇنىڭ تەڭدىشى يوق.

كَفَاءٌ، كَفَاءَةٌ: باراۋەرلىك، تەڭلىك؛ سالاھىيەت، قابىلىيەت، رەقىب، قارشى تەرەپ.

كَفَاءُ الْآلَةِ: دىنامومېتىر.

يَمْتَلِكُ كَفَاءَةً قِيَادِيَّةً: رەھبەرلىك تالانتىغا ئىگە.

كِفَاءٌ: ئوخششى، تەڭدىشى.

«كَفَاءَةُ الزَّوْجِ لِزَوْجَتِهِ فِي الْحَسَبِ وَالنَّسَبِ»: ئەر-ئايال شان-شەرەپ ۋە نەسەبتە باراۋەر بولۇش.

«تُوجَدُ كَفَاءَاتٌ كَثِيرَةٌ فِي الْبِلَادِ الْعَرَبِيَّةِ»: ئەرەب دۆلەتلىرىدە نۇرغۇن تالانتلىقلار تېپىلىدۇ.

خَبِيرٌ ذُو كَفَاءَةٍ: تالانتلىق مۇتەخەسسىس.

شَهَادَةُ الْكَفَاءَةِ: سالاھىيەت گۇۋاھنامىسى.

شَهَادَةُ الْكَفَاءَةِ فِي التَّدْرِيسِ: ئوقۇتقۇچىلىق سالاھىيەت گۇۋاھنامىسى.

كَفَاةٌ: يېتەرلىك، قانائەتلىنەرلىك.

كِفَاتٌ: توپلىنىپ جەم بولىدىغان جاي؛ تاسادىپىي.

أَرْضٌ كِفَاتٌ: ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان زېمىن.

مَاتَ كِفَاتاً: تۇيۇقسىز ئۆلدى.

﴿أَلَمْ نَجْعَلِ الْأَرْضَ كِفَاتاً﴾ «قرآن»: زېمىننى بىز ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان قىلمىدۇقمۇ؟

كِفَاحٌ: قارشى تۇرماق، كۈرەش قىلماق؛ سوقۇش، جەڭ.

كِفَاحِيٌّ: جەڭگىۋارلىق، كۈرەشچانلىق.

كِفَاسٌ: زاكا، ئەدىيال.

كَفَافٌ: ئوزۇق، ئوزۇقلۇق.

«قَدْ أَفْلَحَ مَنْ أَسْلَمَ وَكَانَ رِزْقُهُ كَفَافًا وَ قَنَّعَهُ اللهُ بِمَا أَتَاهُ» «حديث»: ئىمان ئېيتقان، يەتكۈدەك رىزىق بېرىلگەن، ئاللاھنىڭ بەرگەنلىرىگە قانائەت قىلغان كىشى نىجات تاپقان بولىدۇ.

«يَعِيشُ مِنْ عَرَقِ جَبِينِهِ فِي كَفَافٍ»: ئۆز كۈچىگە تايىنىپ قەدىر ئەھۋال تۇرمۇش كەچۈرىدۇ.

«طَارَ الْبَرْقُ فِي كَفَافِ السَّحَابِ»: بۇلۇت ئەتراپىدا چاقماق چاقتى.

«رَجَعَ مِنَ السَّفَرِ فِي كَفَافِ اللَّيْلِ»: سەپەردىن كېچىنىڭ ئەۋۋىلىدە قايتتى.

كِفَافٌ ج أَكِفَّةٌ: چەت، ياقا، گىرۋەك، لەۋ.

كِفَافَةٌ: قىر، قات، پۆرۈم.

كَفَالَةٌ ج كَفَالَاتٌ: كېپىللىك قىلماق، ھۆددە قىلماق، كاپالەت.

«الْإِرَادَةُ الْقَوِيَّةُ كَفَالَةُ النَّجَاحِ»: كۈچلۈك ئىرادە غەلىبە قازىنىشنىڭ كاپالىتى.

كِفَايَةٌ: تولۇق، يېتەرلىك، كۇپايە، كىشىنى قاندۇرىدىغان؛ قابىلىيەت، ئىقتىدار.

عَدَمُ كِفَايَةٍ: يېتەرسىز، كەمچىل؛ ئىقتىدارسىز.

**فُلَانٌ ذُوكِفَايَةٍ فِي عَمَلِهِ:** پالانى ئۆز ئىشىنىڭ ھۆددىسىدىن چىقالايدۇ.

**كَفَأَ يَكْفَأُ كَفْأً الإِنَاءَ:** قاچىنى ئۆرۈدى.

**كَفَأَ عَنِ الْقَصْدِ:** نىيىتىدىن ياندى.

**كَفَأَ الْقِدْرَ:** قازاننى كۆمتۈردى.

**كَفَأَ عَنِ الشَّيْءِ:** ۋاز كەچتى.

**كَفَأَ الشَّخْصَ:** قوغلىۋەتتى.

**كُفْءٌ ج أَكْفَاءٌ وَ كِفَاءٌ:** رەقىب، قارشى تەرەپ، تەڭ كەلگۈچى.

**كُفْءٌ لِكُلِّ شَيْءٍ:** قولىدىن ھەممە ئىش كېلىدىغان.

**هَذَا لَيْسَ كُفْئًا لِذَاكَ:** بۇ ئۇنىڭ تەڭدىشى ئەمەس.

**مُوَظَّفٌ كُفْءٌ:** ئىقتىدارلىق خىزمەتچى.

**هُوَ كُفْءٌ فِي عَمَلِهِ:** ئۇ ئۆز ئىشىدا يارامىلىق.

**كَفْؤٌ، كُفُؤٌ:** ئوخشاش، تەڭ، باراۋەر.

**كَفَتَ يَكْفِتُ كَفْتًا الشَّيْءَ إِلَى نَفْسِهِ:** ئۆزىگە تارتتى، قوشۇۋالدى، يۇتۇۋالدى.

**كَفَتَ الشَّيْءُ:** ئاستىن-ئۈستۈن بولدى، گۇم بولدى.

**كِفْتٌ:** ئۆلۈم.

**كَفَحَ يَكْفَحُ كَفْحًا الْعَدُوَّ:** دۈشمەنگە تاقابىل تۇردى.

**كَفَحَ الشَّيْءَ:** ياپقۇچنى ئېچىۋەتتى.

**كَفَحَ فُلَانًا:** پالانى بىلەن يۈزمۇيۈز ئۇچراشتى.

**كَفَحَ الدَّابَّةَ بِاللِّجَامِ:** ئۇلاغنىڭ تىزگىنىنى تارتتى.

**كَفِحَ يَكْفَحُ كَفَحًا عَنْهُ:** خىجىل بولدى، تارتىندى.

**كَفَخَ يَكْفَخُ كَفْخًا:** كاچاتلىدى.

**كَفَخَهُ بِالْعَصَا:** ئۇنى توقماق بىلەن ئۇردى، دۇمبالىدى.

**كَفَرَ يَكْفُرُ كَفْرًا وَ كُفُورًا الشَّيْءَ:** نەرسىنى ياپتى، يوشۇردى.

**كَفَرَ يَكْفُرُ كُفْرًا وَ كُفُورًا وَ كُفْرَانًا:** ئىنكار قىلدى، تاندى، تۇزكورلۇق قىلدى.

**﴿وَمَن كَفَرَ فَإِنَّ اللهَ غَنِيٌّ عَنِ الْعَالَمِينَ﴾** «قرآن»: كىمكى ئىنكار قىلىدىكەن، شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ئەھلى جاھاندىن بىھاجەتتۇر.

**كُفْرٌ، كُفْرَانٌ:** كۇفرىلىق، كاپىرلىق، ئىنكار قىلىش، ئاللاھقا ئىشەنمەسلىك.

**«كُفْرَانُ الْجَمِيلِ يَضَعُ قَدْرَ الرَّجُلِ»:** تۇزكورلۇق كىشىنىڭ قەدىر-قىممىتىنى چۈشۈرىدۇ.

**﴿فَمَن يَعْمَلْ مِنَ الصَّالِحَاتِ وَهُوَ مُؤْمِنٌ فَلَا كُفْرَانَ لِسَعْيِهِ﴾** «قرآن»: كىمكى مۇئمىن بولۇپ، ياخشى ئەمەللەرنى قىلىدىكەن، ئۇنىڭ ئەمىلىنىڭ (ساۋابى) زايە كەتمەيدۇ.

**كَفْرٌ ج كُفُورٌ:** يېزا، كىچىك كەنت.

**كَفِرٌ:** ئېگىز تاغ.

**كِفِرٌّ:** قاراڭغۇ كېچە.

**كَفِسَ يَكْفَسُ كَفَسًا الصَّبِيُّ:** بالىنىڭ پۇتى مايماق بولۇپ قالدى.

**كَفِسَتْ رِجْلُهُ:** پۇتى مايماق بولۇپ قالدى.

**كَفَّ يَكُفُّ كَفًّا عَنِ الأَمْرِ:** ئىشتىن قايتتى، ۋاز كەچتى، تاشلىۋەتتى.

**كَفَّهُ عَنِ الأَمْرِ:** ئىشتىن توختاتتى، توسۇدى.

**كَفَّهُ عَنْ عَزْمِهِ:** ئۇنى نىيىتىدىن ياندۇردى.

**كَفَّ الإِنَاءَ:** قاچىنى تولدۇردى.

**كَفَّ عَنِ الأَذَى:** ئەزىيەتتىن ئۆزىنى تارتتى.

**كَفَّ اللهُ أَيْدِيَهُمْ:** ئاللاھ ئۇلارنىڭ زىيان-زەخمىتىدىن ساقلىدى.

**﴿إِذْ هَمَّ قَوْمٌ أَن يَبْسُطُوا إِلَيْكُمْ أَيْدِيَهُمْ فَكَفَّ أَيْدِيَهُمْ عَنكُمْ﴾** «قرآن»: ئەينى زاماندا بىر جامائە سىلەرگە قوللىرىنى ئۇزاتماقچى بولغانىدى، ئاللاھ ئۇلارنىڭ قوللىرىنى سىلەردىن توستى.

**كَفَّ بَصَرُهُ:** كور بولۇپ قالدى.

**كَفَّ اللهُ بَصَرَهُ:** ئاللاھ ئۇنى كور قىلىپ قويدى.

**كُفَّ:** توختا، توختاپتۇر.

**كَفٌّ:** توختىماق، ئۆزۈپ قويماق، ۋاز كەچمەك؛

لَسَبَ يَلْسِبُ لَسْبًا الْحَيَّةُ: يىلان چىقىۋالدى.

لَسَبَهُ سَوْطًا أَوْ بِالسَّوْطِ: ئۇنى قامچىلىدى.

لَسَبَهُ بِلِسَانِهِ: ئۇنى تىللىدى.

لَسِبَ يَلْسَبُ لَسَبًا بِهِ: چاپلاشتى، يېپىشتى.

لَسِبَ الْعَسَلَ: ھەسەلنى يالىدى.

لَسَّ يَلُسّ لَسًّا القَصْعَةَ: تاۋاقنى يالىدى.

لُسُنٌ: پىشقان ھامال.

لَسَّاع ج لَسَّاعُون: كىشىلەرگە تولا ئازار بېرىدىغان.

«رَجُلٌ شِرِّيرٌ لَسَّاعٌ»: كىشىلەرگە تولا ئازار بېرىدىغان يامان ئادەم.

لَسَّنَ يُلَسِّنُ تَلْسِينًا الشَّخصُ: ھاك ـ تاكلىقتا ئويلاپ تىلنى چىشلىدى.

«يُلَسِّنُ التَّلَامِيذُ وَقْتَ الإمتحان»: ئوقۇغۇچىلار ئىمتىھان ۋاقتىدا تىلىنى چىشلەيدۇ.

لَسَّنَ الشَّيْء: ئۈچلىدى، ئۈچلۈق قىلدى، ئۈچىنى چىقاردى.

«لَسَّنَ الحِذَاءَ»: كەشنى ئۈچلۈق قىلدى.

لَسَّنَ عَلَيْه: ئۇنىڭ يامان گېپىنى قىلدى.

لَسَعَ يَلْسَعُ لَسْعًا العَقْرَبُ: ئۇنى چايان چاقتى.

لَسَعَ الشَّخصَ بِلِسانه: كىشىنى ئەيىبلىدى ۋە ئۇنىڭغا ئازار بەردى، چېقىۋالدى.

لُسَعَة: كىشىلەرگە تىلى بىلەن تولا ئازار بېرىدىغان.

لَسِقَ يَلْسَقُ لُسُوقًا: چاپلاشتى، يېپىشتى.

لَسَمَ يَلْسُمُ لَسْمًا: تېتىدى، تېتىپ كۆردى.

لَسِمَ يَلْسَمُ لَسَمًا: تارتىنىپ جىم تۇردى.

لَسَنَ يَلْسُنُ لَسْنًا الشَّخْصَ: كىشىنى ئەيىبلىدى، كىشىنىڭ يامان گېپىنى قىلدى، ھاقارەتلىدى.

لَسَنَ الشَّخْصَ: كىشىدىن گەپدان بولدى.

لَسِنَ يَلْسَنُ لَسَنًا: سۆزگە ئۇستا بولدى، پاساھەتلىك، بالاغەتلىك بولدى.

لَسَن: سۆز قابىلىيىتى، سۆز ئىقتىدارى.

لَسِن ج لَسِنُون: سۆزمەن، پاساھەتلىك.

«خَطِيبٌ لَسِن»: سۆزگە ئۇستا ناتىق.

لَسُوع: بىشەم (ئايال).

لَسُوقٌ: مەلھەم دورا.

لَسِيع ج لَسْعَى: چېقىۋېلىنغان.

«لَسِيعُ العَقْرَب»: چايان چاققان.

لَشْلَاشٌ: قورقۇنچاق، كاللىسى ئىشلىمەيدىغان.

لَشْلَشَ يُلَشْلِشُ لَشْلَشَةً الشَّخْصُ: ھودۇقتى، تېڭىرقاپ قالدى.

لِصَاق: يېلىم.

شَرِكَةُ صُنْعِ اللِّصَاقِ: يېلىم ئىشلەش شىركىتى.

لَصَّ يَلُصّ لَصًّا الشَّيْءَ: ئوغرىلىدى، ئوغرىلىقچە قىلدى، يوشۇرۇن قىلدى.

لَصَّ البَابَ: ئىشىكنى ئەتتى، تاقىدى.

لِصّ ج لُصُوص: ئوغرى، قاراقچى.

«إِقْتَحَمَ اللُّصُوصُ الْمَصْرِفَ»: بانكىغا ئوغرىلار بۆسۈپ كىردى.

لِصّ الْبَحْر: دېڭىز قاراقچىسى.

لَصَغَ يَلْصَغُ لَصْغًا وَ لُصُوغًا الجِلْدُ: ياداپ بىر تېرە بىر سۆڭەك بولۇپ قالدى.

لَصَفَ يَلْصُفُ لَصُوفًا: پارقىرىدى.

لَصِقَ يَلْصَقُ لَصَقًا وَ لُصُوقًا: چاپلاشتى، يېپىشتى.

«لَصِقَ الطِّيْنُ بِالْحِذَاءِ»: ئاياغ كىسىمىگە لاي چاپلاشتى.

لَصْلَصَ يُلَصْلِصُ لَصْلَصَةً الوَتِدَ: قوزۇقنى مىدىرلاتتى، لىڭشىتتى، تەۋرەتتى، قوزغىدى.

لُصُوصِيَّة: ئوغرىلىق، قاراقچىلىق، بۇلاڭچىلىق، باسمىچىلىق.

إِنْتَشَرَتِ اللُّصُوصِيَّةُ فِي ذَالِكَ العَصْرِ: بۇ دەۋردە قاراقچىلىق ياماراپ كەتتى.

لَصُوق: يارىغا چاپلىنىدىغان دورا، كېسەل ئەزاغا

داۋالاش ئۈچۈن تېڭىلىدىغان لاتا.

لَصِيق ج لُصَقَاء: يېقىن.

«جَارٌ لَصِيقٌ»: يېقىن قوشنا.

لَصْلَاصٌ: پىشقان يولباشلىغۇچى.

لَضَمَ يَلْضِمُ لَضْمًا الإِبْرَةَ: يىڭنىگە يىپ ئۆتكۈزدى.

لَضَمَ السُّبْحَةَ: تەسبىھنى ئۆتكۈزدى.

لَضَمَ فُلَانًا: قوپال مۇئامىلە قىلدى.

لَطَا يَلْطُو لَطْوًا: پاناھلاندى، تاشنىڭ ئارقىسى ياكى غارغا پاناھلاندى.

لَطَافَةٌ: قىزغىنلىق، ئىنچىكىلىك، نازۇكلۇق، لاتاپەتلىك، نازاكەتلىك، مۇلايىملىق، ئەخلاقلىق.

«إِسْتَقْبَلَهُ بِلَطَافَةٍ فِي مَكْتَبِهِ»: ئۇنى ئىشخانىسىدا قىزغىنلىق بىلەن كۈتۈۋالدى.

لَطَأَهُ يَلْطَأُ لَطْئًا فُلَانًا بِالعَصَا: ئۇنى تاياق بىلەن دۈمبىسىگە ئۇردى.

لَطِئَ يَلْطَأُ لَطْوأً بِالأَرْضِ: يەرگە چاپلىشىۋالدى.

لَطَثَ يَلْطُثُ لَطْثًا الشَّيْءَ: نەرسە بۇزۇلۇپ قالدى، چىرىپ قالدى.

لَطَحَ يَلْطَحُ لَطْحًا: شاپىلاق بىلەن ئۇردى.

لَطِخَ يَلْطَخُ لَطْخًا: بۇلغىدى، داغ تەگكۈزدى، پاسكىنا قىلىۋەتتى، مەينەت قىلىۋەتتى.

«لَطَخَ التِّلْمِيذُ الوَرَقَةَ بِالحِبْرِ»: ئوقۇغۇچى ۋاراقنى سىياھ بىلەن بۇلغىۋەتتى.

«لَطَخَتْ ثِيَابَهَا بِالوَحَلِ»: كىيىملىرىنى لاي بىلەن بۇلغاپ قويدى.

لَطِخٌ: بۇلغانغان، پاسكىنا، مەينەت.

لَطْخٌ: بۇلغىماق، مەينەت قىلماق.

لَطْخٌ ج لُطُوخٌ: دۆت، ئەخمەق.

لُطْخَةٌ ج لُطَخَاتٌ: دۆت، ئەخمەق.

لَطَسَ يَلْطُسُ لَطْسًا: تەستەكلىدى، كاچاتلىدى.

لَطَشَ يَلْطِشُ لَطْشًا: ئۇردى، قاقتى.

لَطْشَةٌ ج لَطَشَاتٌ: بىر قېتىم ئۇرماق، بىر قېتىم قاقماق.

لَطَّ يَلُطُّ لَطًّا: ئۇردى، سوقتى، دۈمبالىدى، قاقتى.

لَطٌّ: ئۇرماق، ۋەيران قىلماق، نابۇت قىلماق.

لَطَّاشَةُ الذُّبَابِ: چىۋىن پالىقى.

لَطَّخَ يُلَطِّخُ تَلْطِيخًا الشَّيْءَ: بۇلغىدى، مەينەت قىلدى، پاسكىنا قىلدى.

«لَطَّخَ يَدَيْهِ بِالدُّهْنِ»: ئىككى قولنى ماي بىلەن بۇلغىدى.

«لَطَّخَ قَدَمَيْهِ بِالوَحَلِ»: ئىككى پۇتىنى پاتقاق بىلەن بۇلغىدى.

«لَطَّخَ سُمْعَتَهُ»: نامىنى بۇلغىدى.

لَطَّخَ يَدَيْهِ بِالدَّمِ: قاتىللىق قىلدى.

لَطَّخَ فُلَانًا بِالشَّرِّ: تۆھمەت قىلدى، قارا چاپلىدى، قارىلىدى.

لَطَّخَ بِالصَّابُونِ: سوپۇن سۈرتتى.

لَطَّفَ يُلَطِّفُ تَلْطِيفًا: كەپىنى سىلىق قىلدى.

«لَطَّفَ عِبَارَاتِ رِسَالَتِهِ»: خېتىنىڭ ئىبارىلىرىنى سىلىقلاتتى.

لَطَّفَ مِنَ الشَّيْءِ: يەڭگىللەتتى، پەسەيتتى.

«لَطَّفَتْ مِنْ غَضَبِهَا»: ئاچچىقىنى پەسەيتتى.

«لَطَّفَ الدَّوَاءُ مِنَ الأَلَمِ»: دورا ئاغرىقنى پەسەيتتى.

لَطَّمَ يُلَطِّمُ تَلْطِيمًا: راسا كاچاتلىدى.

لِطِّيخٌ: دۆت، ئەخمەق.

لَطَعَ يَلْطَعُ لَطْعًا: ئىچتى.

لَطَعَ الكَلْبُ المَاءَ: ئىت سۇ ئىچتى.

لَطَعَ الشَّيْءَ بِلِسَانِهِ: يالىدى.

لَطَعَتِ البِئْرُ: قۇدۇقنىڭ سۈيى تۈگىدى.

لَطَعَهُ بِالنَّارِ: ئۇنى كۆيدۈردى.

لَطَعَ إِسْمَهُ: ئۇنىڭ ئىسمىنى ئۆچۈردى.

لَطَعَ الغَرَضَ: نىشانغا تەگدى.

لَطَعَ فُلَانًا بِالعَصَا: پالاننى تاياق بىلەن ئۇردى.

لَطِعَ فُلَانًا: پالاننى تەپتى.

لَطِعَتْ أَسْنَانُ الْعَجُوزِ: قېرىنىڭ چىشى قالمىدى.

لَطَفَ يَلْطُفُ لُطْفًا: رەھمەت قىلدى، يېقىنچىلىق قىلدى، مېھرىبانلىق قىلدى، رەھىمدىللىك قىلدى، كۆيۈندى.

«لَطَفَ اللهُ بِهِ»: ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھىم قىلدى.

«لَطَفَ اللهُ بِالعَبْدِ وَلَهُ»: ئاللاھ بەندىلىرىگە قولايلاشتۇرۇپ بەردى، ئۇنىڭغا رەھمەت قىلىپ ياخشى كۆرىدىغىنىنى يەتكۈزۈپ بەردى.

لَطُفَ يَلْطُفُ لُطْفًا وَ لَطَافَةً الشَّيْءُ: نەپىس بولدى، نازۇك بولدى، سىلىق بولدى.

«لَطُفَ كَلَامُهَا»: ئۇنىڭ گېپى سىلىق بولدى.

«لَطُفَ الْهَوَاءُ بَعْدَ العَصْرِ»: ئەسىردىن كېيىن ھاۋا سۈزۈك بولدى.

«لَطُفَتْ أَخْلَاقُهُنَّ»: ئۇلارنىڭ ئەخلاقى سىلىق بولدى، ياخشى بولدى.

لُطْفٌ: رەھىم قىلىش، يېقىنچىلىق، مېھرىبانلىق، رەھىمدىللىك، كۆيۈنۈش.

لُطْفٌ ج أَلْطَافٌ: سىلىقلىق، ياخشى مۇئامىلە.

«عَامَلَ الأَرْمَلَةَ بِلُطْفٍ»: تۇل ئاياللارغا ياخشى مۇئامىلە قىلدى.

لُطْفٌ مِنَ اللهِ: ياردەم، قولايلاشتۇرۇپ بېرىش، ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىش.

«مِنْ أَلْطَافِ اللهِ أَنَّهُ نَجَا مِنَ الحَادِثِ»: ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى بىلەن ئۇ ھادىسىدىن قۇتۇلۇپ قالدى.

لَطَمَ يَلْطِمُ لَطْمًا: كاچاتلىدى، تەستەكلىدى.

«لَطَمَتِ المَرْأَةُ وَجْهَهَا»: ئايال يۈزىگە كاچاتلىدى.

«مَنْ ضَرَبَ غُلَامًا لَهُ حَدًّا لَمْ يَأْتِهِ أَوْلَطَمَهُ فَإِنَّ كَفَّارَتَهُ أَنْ يُعْتِقَهُ» ‹حديث›: كىمكى ئۆز قۇلىنى جازا تېگىشلىك بولمىغان ھالدا ئۇرسا ياكى بىر شاپىلاق سالسا، ئۇنىڭ كاپارىتى ئۇ قۇلنى ئازاد قىلىشتۇر.

لَطْمَةٌ ج لَطَمَاتٌ: بىر شاپىلاق ئۇرماق، بىر كاچات ئۇرماق.

«تَبَادَلَ الأَطْفَالُ اللَّطَمَاتِ»: بالىلار بىر-بىرىنى تەستەكلەشتى.

لَطَى يَلْطِي لَطْيًا الرَّجُلُ: يەرگە چاپلاشتى، يېپىشتى.

لَطِيَ يَلْطَى لَطًى الرَّجُلُ: يۈكنى ئېغىرلاشتۇردى، ئېغىر يۈك يۈكلىدى.

لَطِيفٌ م لَطِيفَةٌ: نەپىس، ئىنچىكە، نازۇك، ھاۋاغا ئوخشاش نازۇك نەرسە.

«عُودٌ لَطِيفٌ»: ئىنچىكە ياغاچ.

لَطِيفٌ ج لِطَافٌ وَ لُطَفَاءُ: سىلىق، ئەدەپلىك، مۇلايىم، مېھرىبان، كۆيۈمچان، خۇشخۇي، رەھىمدىل، يېقىملىق، قىزغىن، سەممىي.

اَلْجِنْسُ اللَّطِيفُ: ئاياللار.

فَتَاةٌ لَطِيفَةُ الأَخْلَاقِ: ئەدەپ-ئەخلاقلىق قىز.

هُوَ صَاحِبُ اللَّطَائِفِ: چاقچاقچى، لەتىپىچى.

اللَّطِيفُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، ئەڭ مەرھەمەتلىك ئاللاھ، دېگەن مەنىدە.

﴿وَهُوَ اللَّطِيفُ الْخَبِيرُ﴾ ‹قرآن›: ئاللاھ بەندىلىرىگە مېھرىباندۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر.

لَطِيمٌ ج لُطُمٌ: ئاق قاشقىلىق ئات؛ يېتىم.

«هُوَ رَفِيقٌ بِكُلِّ لَطِيمٍ»: ئۇ يېتىملارنىڭ دوستى.

لَطِيمَةٌ ج لَطَائِمُ: ئىپار قاچىسى.

«فَاحَتِ اللَّطِيمَةُ»: ئىپار قاچىسى پۇرىدى، خۇش پۇراق چاچتى.

لَظَّى يُلَظِّي تَلْظِيَةً الشَّخْصُ النَّارَ: ئوتنى تۇتاشتۇردى، ياقتى.

لَظِيَ يَلْظَى لَظًى لَظِيَتِ النَّارُ: ئوت تۇتاشتى، يالقۇنلىدى.

لَظًى: ئوت يالقۇنى.

لَظِي: دوزاخ.

لَغَا: ئاچ كۆز.

لَغَا لَكَ: سېنى خۇدا ساقلىسۇن.

لَا لَغَا لَهُ: جۇۋاۋىنىمەك.

لُعَابٌ: شۆلگەي.

«لُعَابُ الرَّضِيعِ»: بوۋاقنىڭ شۆلگىيى.

رَأى طَعَامًا شَهِيًّا فَسَالَ لُعَابُهُ: لەززەتلىك تائامنى كۆرۈپ شۆلگىيى ئاقتى.

لُعَابُ الْحَيَّةِ: يىلاننىڭ زەھرى.

لُعَابُ النَّحْلِ: ھەسەل.

لُعَاقٌ: تاماق يېگۈچىنىڭ ئېغىزىدا قالغان قالدۇق.

لِعَانٌ (في الفقه): قارغاش، تىللاش (شەرىئەتتە ئەر ئادەم ئايالىنى زىنا بىلەن قارىلىغان بولسا، تۆت قېتىم قەسەم ئىچىپ، بەشىنچى قېتىمىدا ئەگەر سۆزۈم يالغان بولسا، ئاللاھنىڭ لەنىتى ماڭا بولسۇن، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئەر ئايالنى قارىلىغانلىقتىن ئاقلىنىدۇ. ئاندىن كېيىن، ئايال ئېرىنىڭ سۆزىنىڭ يالغانلىقىغا تۆت قېتىم قەسەم ئىچىپ، بەشىنچىسىدە ئەگەر ئېرىمنىڭ سۆزى راست بولىدىغان بولسا، ئاللاھنىڭ غەزىپى ماڭا بولسۇن، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئايال زىنادىن ئاقلىنىدۇ).

لَعَبَ يَلْعَبُ لَعْبًا الرَّضِيعُ: بوۋاقنىڭ شۆلگىيى ئاقتى.

لَعِبَ يَلْعَبُ لَعِبًا وَ لِعْبًا: ئوينىدى، قىزىقچىلىق قىلدى، چاقچاق قىلدى، ئويناشتى، ھەزىل قىلدى.

لَعِبَ الصَّبِيُّ: بالا ئوينىدى.

«لَعِبَ مَعَ رِفَاقِهِ»: دوستلىرى بىلەن ئوينىدى.

﴿أَرْسِلْهُ مَعَنَا غَدًا يَرْتَعْ وَيَلْعَبْ﴾ ‹قرآن›: ئەتە ئۇنى بىزگە قوشۇپ قويغىن، يەپ-ئىچىپ، ئويناپ-كۈلۈپ كىرسۇن.

لَعِبَ الشَّخْصُ دَوْرًا: رول ئالدى.

«لَعِبَ دَوْرَ الطَّبِيبِ»: دوختۇرنىڭ رولىنى ئالدى.

لَعِبَ الشَّخْصُ بِالشَّيْءِ: بىرەر نەرسە ئوينىدى.

«لَعِبَتْ بِكُرَةِ السَّلَّةِ»: ۋاسكېتبول ئوينىدى.

«يَلْعَبَانِ بِالشِّطْرَنْجِ»: ئىككىيلەن شاھمات ئويناۋاتىدۇ.

لَعِبَ القِمَارَ: قىمار ئوينىدى.

لَعِبَ الْمُوسِيقَى: مۇزىكا چالدى، ئورۇنلىدى.

لَعِبَ الْوَرَقَ: قارتا ئوينىدى.

لَعِبَ عَلَيْهِ: ئويناشتى، ئەخمەق قىلدى، ئالدىدى.

لَعِبَتْ بِهِ الْهُمُومُ: ئۇنى غەم-قايغۇلار بېسىۋالدى.

لَعِبَ عَلَى الحَبْلِ: ياغلىمىچىلىق قىلدى.

لَعِبَ فِي الأَمْرِ: ئەخمەق قىلدى، كولدۇرلاتتى، ئالدىدى، كۆزگە ئىلمىدى.

لَعِبَ بِالسَّيْفِ: قىلىچۋازلىق قىلدى.

لَعِبَ بِالنَّارِ: ئوت بىلەن ئويناشتى.

لَعْبٌ. لَعِبٌ: ئويۇن، تاماشا، كۆڭۈل ئېچىش، ئويناش، ئەخمەق قىلىش، ئويناشماق، چاقچاق، قىزىقچىلىق.

أَلْعَابٌ رِيَاضِيَّةٌ: ئىسپورت، تەنھەرىكەت.

أَلْعَابٌ سِحْرِيَّةٌ: سېھىرگەرلىك، جادۇگەرلىك.

أَلْعَابُ الْعُدَدِ: گىمناستىكا، ئەسۋابلىق گىمناستىكا (قوش تورنىك، يالاڭ تورنىك)، ياغاچ ئات قاتارلىق تەنتەربىيە سايمانلىرى بىلەن ئوينىلىدىغان گىمناستىكا.

أَلْعَابُ الْفُرُوسِيَّةِ: چەۋەندازلىق.

ألعاب القُوَى. أَلْعَابُ القُوَّةِ: ماھارەت كۆرسىتىش مۇسابىقىسى (تەنھەرىكەت مۇسابىقىسى).

أَلْعَابٌ سِمِيَائِيَّةٌ: سېھىرگەرلىك؛ نەيزۇۋازلىق، جادۇگەرلىك، سىرك ئويۇنى؛ ھىيلە-مىكىر، ھىيلە-نەيرەڭ، كۆز بوياپچىلىق.

لُعْبٌ: ئوينىماق، تاماشا قىلماق، چاقچاق قىلماق،

مەسخىرە، زاڭلىق، ئويۇن-كۈلكە، تەنھەرىكەت، ئىسپورت.

لَعِبٌ وَلِعْبٌ ج أَلْعَابٌ: ئويۇن.

«لَعِبُ الأَطْفَالِ البَرِيءُ»: باللارنىڭ ساغلام ئويۇنى.

﴿وَذَرِ الَّذِيْنَ اتَّخَذُوا دِيْنَهُمْ لَهْوًا وَلَعِبًا﴾ «قرآن»: دىننى ئويۇن-كۈلكە قىلىۋالغان، ...لارنى تەرك ئەت.

«لَعِبُ الكُرَةِ»: توپ ئويناماق.

«أَلْعَابُ الأَلَمْبِيَّةُ»: ئولىمپىك تەنھەرىكەت مۇسابىقىلىرى.

«الأَلْعَابُ النَّارِيَّةُ»: پوجاڭزا.

لُعْبَةٌ ج لُعَبٌ: ئويۇنچۇق، قونچاق.

لَعْثَمَ يُلَعْثِمُ لَعْثَمَةً: دۇدۇقلىدى، كېكەچلىدى، توختاپ قالدى، تىل چايندى.

«لَعْثَمَ فِي إِجَابَتِهِ»: جاۋاب بېرىشتە دۇدۇقلىدى.

لَعْثَمَ الشَّخْصُ فِي الأَمْرِ: بىرەر ئىشتا توختاپ قالدى، ئويلىنىپ قالدى.

لَعَجَ يَلْعَجُ لَعْجًا ـــ هُ الضَّرْبُ: ئۇرۇش (تاياق) ئۇنى ئاغرىتتى، كۆيدۈرۈپ ئاغرىتتى، ئېچىشتۇرۇپ ئاغرىتتى.

لَعَجَ الحُزْنُ قَلْبَهُ: غەم-قايغۇ ئۇنىڭ يۈرىكىنى ئۆرتىدى.

لَعْذَمَ يُلَعْذِمُ لَعْذَمَةً فِي الأَمْرِ: چوڭقۇر ئويلاندى، كاللا ئىشلەتتى.

لَعْذَمَ عَنِ الكَلَامِ: دۇدۇقلىدى.

لَعْذَمِيٌّ: ئاچ كۆز.

لَعَسَ يَلْعَسُ لَعْسًا: چىشلىدى.

لَعِسَ يَلْعَسُ لَعَسًا ـــ تِ الشَّفَةُ: لەۋ ئىچى قارا بولدى.

لَعْسٌ: چىشلىمەك.

لَعَسٌ: لەۋ ئىچىدىكى قارا.

لَعِصَ يَلْعَصُ لَعَصًا عَلَيْهِ الأَمْرُ: ئىش ئۇنىڭغا قىيىن بولدى.

لَعِصَ الرَّجُلُ: كىشى ئاچ كۆزلۈك قىلدى.

لَعِصٌ: ئاچ كۆز.

لُعْطٌ ج أَلْعَاطٌ: تامنىڭ ئۈلى، تاغ باغرى.

لَعَّابٌ ج لَعَّابُوْنَ: ئويۇنچى؛ ھايۋان ۋە باشقىلارنى ئويناتقۇچى.

«لَعَّابُ القِرَدَةِ»: مايمۇنلارنى ئويناتقۇچى.

لَعَّانٌ: تولا قارغىغۇچى، لەنەت قىلغۇچى.

لَا يَنْبَغِي لِصِدِّيْقٍ أَنْ يَكُوْنَ لَعَّانًا: كۆپ قارغاش كامىل مۇسۇلماننىڭ ئىشى ئەمەس.

لَعَّبَ يُلَعِّبُ تَلْعِيْبًا ـــ هُ: ئويناتتى، تاماشا قىلدۇردى.

«لَعَّبَتِ الأُمُّ وَلَدَهَا»: ئانا بالىسىنى ئويناتتى.

«يُلَعِّبُ الْمُرَوِّضُ القِرْدَ»: مايمۇن كۆندۈرگۈچى مايمۇننى ئويىنىتىۋاتىدۇ.

لَعَّةٌ: ئېپىەتلىك.

لَعَّةٌ مِنَ النِّسَاءِ: ئېپىەتلىك چىرايلىق ئايال.

لَعِقَ يَلْعَقُ لَعْقًا العَسَلَ وَ نَحْوَهُ: ھەسەل ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى يالىدى.

لَعِقَ فُلَانٌ إِصْبَعَهُ: بالانى ئۆلدى.

«كَانَ إِذَا أَكَلَ طَعَامًا لَعِقَ أَصَابِعَهُ الثَّلَاثَ» «حديث»: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قاچانكى، تاماق يېسە ئۈزىنىڭ ئۈچ بارمىقىنى يالايتتى.

لُعْقَةٌ ج لُعَقٌ: قوشۇقتا ياكى بارماق بىلەن ئالغۇدەك ئاز نەرسە، بىر قوشۇق، بىر قوشۇقچىلىق.

لَعْلٌ: لەئلى (ياقۇتقا ئوخشايدىغان بىر خىل قىزىل رەڭلىك ئېسىل تاش).

لَعْلَاعٌ: قورقۇنچاق.

لَغْلَغَ يُلَغْلِغُ لَغْلَغَةً الرَّعْدُ: گۈلدۈرماما گۈلدۈرلىدى.

لَغْلَغَ السَّرَابُ: ئالۋۇن ۋىلىلىدى.

لَغْلَغَ الشَّخْصُ: زېرىكتى، بىئارام بولدى.

لَعْلَعٌ: تومۇز، ساراب؛ بۆرە؛ ھىجازدىكى بىر خىل دەرەخ.

لَعَلَّ: بەلكىم، مۇمكىن، كېرەك، ئېھتىمال، بەلكى.

لَعَلَّ الْمُدَرِّسَ قَادِمٌ: مۇئەللىم بەلكى كېلىپ قالار.

لَعَلَّكُمْ بِخَيْرٍ: ئامان بولۇڭلار، سىلەرگە ئامانلىق تىلەيمەن.

﴿فَقُولَا لَهُ قَوْلًا لَيِّنًا لَعَلَّهُ يَتَذَكَّرُ أَوْ يَخْشَى﴾ «قرآن»: ئۇنىڭغا يۇمشاق سۆز قىلىڭلار، ئۇ ۋەز-نەسىھەتنى قوبۇل قىلىشى ياكى قورقۇشى مۇمكىن.

لَعَنَ يَلْعَنُ لَعْنًا: رەسۋا قىلدى، قارغىدى، قوغلىدى، لەنەت قىلدى، ياخشىلىقتىن يىراقلاشتۇردى.

«لَعَنَهُ اللهُ»: ئاللاھ ئۇنىڭغا لەنەت قىلسۇن.

﴿كُلَّمَا دَخَلَتْ أُمَّةٌ لَعَنَتْ أُخْتَهَا﴾ «قرآن»: ھەر قاچان بىر ئۇممەت دوزاخقا كىرىدىكەن، ئۇ ئۆزىدىن ئىلگىرىكى ئۇممەتكە (ئۇنىڭغا ئەگىشىپ گۇمراھ بولغانلىقى ئۈچۈن) لەنەت ئوقۇيدۇ.

لَعَنَ فُلَانًا: پالانىنى تىللىدى.

لَعْنٌ: لەنەت قىلماق، قارغىماق.

أَبَيْتَ اللَّعْنَ ئەرەبلەر جاھىلىيەت دەۋرىدە پادىشاھلىرىغا سالام بېرىش يۈزىسىدىن ئىشلىتىدىغان ئىبارە بولۇپ، قارغاشقا تېگىشلىك ئىشلارنى قىلغىنىڭ يوق، دېگەن مەنىدە.

لَعْنَةٌ ج لَعَنَاتٌ وَلِعَانٌ: لەنەت، قارغاش، ئازاب.

«لَعْنَةُ اللهِ عَلَيْهِ»: ئۇنىڭغا ئاللاھنىڭ لەنىتى بولغاي.

«أَصَابَتْهُ لَعْنَةٌ مِنَ السَّمَاءِ»: ئۇنىڭغا ئاسماندىن ئازاب كەلدى.

لُعَنَةٌ ج لُعَنٌ: كىشىلەرنى تولا قارغاۋېرىدىغان.

لَعُوبٌ ج لَعَائِبُ: شوخ، نازاكەتلىك.

فَتَاةٌ لَعُوبٌ: شوخ قىز.

لَعِينٌ ج لُعَنَاءُ: مەلئۇن، قارغىش، قارغىش تەگكۈر.

«سِكِّيرٌ لَعِينٌ»: قارغىش تەگكۈر ھاراقكەش.

«لَعِينُ قَوْمِهِ»: قوۋمىنىڭ قارغىشىغا ئۇچرىغان.

اللَّعِينُ: شەيتان.

لَغَا يَلْغُو لَغْوًا الشَّخْصُ فِي قَوْلِهِ: بىھۇدە سۆزلىدى، قۇرۇق گەپ قىلدى.

لَغَا الْحَالِفُ: بىھۇدە قەسەم قىلدى.

لَغَا الشَّخْصُ: سۆزلىدى.

«مَنْ قَالَ يَوْمَ الْجُمُعَةِ وَالْإِمَامُ يَخْطُبُ بِصَاحِبِهِ: صَهْ، فَقَدْ لَغَا» «حديث»: كىمكى جۈمە كۈنىدە ئىمام خۇتبە ئوقۇۋاتقاندا يېنىدىكى ھەمراھىغا: «شۈك تۇر»، دېسە، سۆزلىگەن بولىدۇ.

لَغَا الرَّجُلُ: ئۈمىدسىزلەندى، نائۈمىد بولدى، ئۈمىد ئۈزدى، روھى چۈشتى، رايى قايتتى، كۆڭلى سوۋۇدى.

لَغَا الشَّيْءُ: ئەمەلدىن قالدى، بىكار بولدى، ئېلىپ تاشلاندى، چىقىرىپ تاشلاندى، بىكار قىلىندى.

لُغَامٌ: تۆگىنىڭ ئېغىزىدىكى كۆپۈك.

لَغَبَ يَلْغَبُ لَغْبًا وَلُغُوبًا الشَّخْصُ الْقَوْمَ: كىشىلەرگە يالغان سۆزلىدى.

«لَغَبَ الْقَوْمَ لِيَأْخُذَ مَالَهُمْ»: كىشىلەرنىڭ مېلىنى ئېلىش ئۈچۈن ئۇلارغا يالغان سۆزلىدى.

لَغَبَ الشَّخْصُ عَلَى الْقَوْمِ: كىشىلەرگە بۇزغۇنچىلىق قىلدى.

لَغَبَ الشَّخْصُ: ھاردى، چارچىدى.

لَغِبَ يَلْغَبُ لَغَبًا: بەك ھاردى، چارچىدى.

«لَغِبَ الْمُسَافِرُ فِي الصَّحْرَاءِ»: يولۇچى سەھرادا بەك چارچىدى.

لَغْبٌ: ھېرىش، چارچاش.

لَغْبٌ: يالغان سۆزلىمەك، بۇزغۇنچىلىق قىلماق.

هارماق، چارچىماق، زەئىپ، ئەخمەق؛ ئوتتۇرا چىش ئارىسىدىكى مىلىك.

«يُحِسّ بوجَعٍ فِي لَغْبِهِ»: ئوتتۇرا چىش مىلىكىدە ئاغرىق ھېس قىلىدۇ.

لُغَةٌ ج لُغًى وَلُغَاتٌ: تىل، تېرمىن، ئاتالغۇ.

لُغَةُ الْعَرَبِ: ئەرەب تىلى.

«لُغَةٌ أَجْنَبِيَّةٌ»: چەت ئەل تىلى.

عِلْمُ اللُّغَةِ: تىلشۇناسلىق.

كُتُبُ اللُّغَةِ: لۇغەت كىتابلىرى، سۆزلۈكلەر.

لُغَةُ الْحَدِيثِ . لُغَةُ الْمُحَادَثَةِ: ئاۋام تىلى، خەلق تىلى، جانلىق تىل، ئېغىز تىلى.

لُغَةُ الإِنْشَاءِ / لُغَةُ الْكِتَابَةِ: ئەدەبىي تىل، يېزىق تىلى.

عِلْمُ قَوَاعِدِ اللُّغَةِ: ئېتىمولوگىيە.

لُغَةُ الأُمِّ: ئانا تىلى.

اللُّغَةُ الأُمُّ: ئانا تىل.

لُغَةٌ خُصُوصِيَّةٌ: دىئالېكت، يەرلىك شىۋە.

لُغَةُ الْمَوْلِدِ: يەرلىك تىل.

لُغَةُ الْعَرَبِ مِنْ أَفْصَحِ اللُّغَاتِ: ئەرەب تىلى ئەڭ پاساھەتلىك تىلدۇر.

لُغَةٌ حَيَّةٌ: جانلىق تىل.

لُغَةٌ عَامِّيَّةٌ: ئاۋام تىلى.

لُغَةٌ فَصِيحَةٌ: ئەدەبىي تىل.

أَهْلُ اللُّغَةِ: تىلشۇناسلار.

لَغَدَ يَلْغَدُ لَغْدًا ــــهُ: يۇمشاق تاڭلىيىغا تەگدى.

لَغَدَهُ: ئۇنى قامال قىلدى.

لُغْدٌ ج أَلْغَادٌ: يۇمشاق تاڭلاي.

لُغْدُودٌ ج لَغَادِيدُ: يۇمشاق تاڭلاي.

ضَخْمُ اللَّغَادِيدِ: يۇمشاق تاڭلىيى چوڭ.

لَغَزَ يَلْغَزُ لَغْزًا: تېپىشماق ئېيتتى، مۇجمەل گەپ قىلدى، ئۆزىنى قاچۇردى، گەپ يورغىلاتتى، تىلىنى چايندى.

«يَلْغُزُ كَثِيرًا فَلا تَفْهَمُ مَا يَقُولُ»: ئۇ تولا گەپ يورغىلىتىدۇ، نېمە دەۋاتقىنىنى چۈشەنمەيسەن.

لَغَزَ الشَّخْصُ الْكَلَامَ وَفِيهِ: گەپنى ئەگىتىپ ئېنىق قىلمىدى.

لَغْزٌ: تېپىشماق، ئېيتماق، مۇجمەل گەپ قىلماق، ئۆزىنى قاچۇرماق، گەپ يورغىلاتماق، تىلىنى چاينىماق، چالغىتىپ گەپ قىلماق، گەپ قاچۇرماق.

لُغْزٌ ج أَلْغَازٌ: تېپىشماق؛ چاشقان تۆشۈكى؛ ئەگرى-توقاي يول.

«هُوَ ذَكِيٌّ يَحِلُّ الأَلْغَازَ»: ئۇ زېرەك، تېپىشماقلارنى يېشىدۇ.

لَغَطَ يَلْغَطُ لَغْطًا وَ لَغَطًا الْقَوْمُ: كىشىلەر سۈرەن-چۇقان سېلىشتى، ۋارقىراپ-جارقىراشتى، ۋاراڭ-چۇرۇڭ سېلىشتى، شاۋقۇن كۆتۈردى، جار سالدى.

«يَلْغَطُ الْعُمَّالُ أَمَامَ الْمَصْنَعِ»: ئىشچىلار زاۋۇت ئالدىدا سۈرەن-چۇقان سېلىشىۋاتىدۇ.

لَغْطٌ / لَغَطٌ: جار سالماق، سۈرەن-چۇقان كۆتۈرمەك، ۋاراڭ-چۇرۇڭ قىلماق، غوۋغا، غەلۋە.

«سَمِعَ لَغْطًا فِي الشَّارِعِ»: كوچىدا ۋاراڭ-چۇرۇڭ ئاڭلىدى.

«مَنْ كَثُرَ لَغَطُهُ كَثُرَ غَلَطُهُ»: كىمنىڭ ۋاراڭ-چۇرۇڭى كۆپ بولسا، ئۇنىڭ غەلەتى كۆپ بولۇر.

«يَشْكُو مِنْ لَغِطٍ فِي الْقَلْبِ»: يۈرىكى غىژىلدىشىدىن دادلاۋاتىدۇ.

لَغَّمَ يُلَغِّمُ تَلْغِيمًا الْمَكَانَ: يەرگە مىنا كۆمدى.

«لُغِّمَ الطَّرِيقُ الَّذِي يَمُرّ مِنْهُ الْعَدُوّ»: دۈشمەن ئۆتىدىغان يولغا مىنا كۆمۈلدى.

**لَغَفَ يَلْغَفُ لَغْفًا فُلَانٌ:** تىكىلىپ قارىدى.

**لَغِفَ يَلْغَفُ لَغْفًا الإِنَاءَ:** قاچىنى يالىدى.

**لُغْفَةٌ:** بىر لوقما، بىر كاپام.

**لَغْلَغَةٌ:** گۇدۇڭ ـ گۇدۇڭ ئاۋاز.

**فِي كَلَامِهِ لَغْلَغَةٌ:** ئۇ گۇدۇڭ ـ گۇدۇڭ قىلىۋاتىدۇ.

**لَغَمَ يَلْغَمُ لَغْمًا الْبَعِيرُ:** تۆگە كۆپۈك چىقاردى، پۈركىدى، چاچتى.

**لَغَمٌ ج أَلْغَامٌ:** مىنا.

**لَاقِطَةُ الأَلْغَامِ:** مىنا تازىلاش پاراخوتى.

**زَرَعَ لَغَمًا:** مىنا كۆمدى.

**لَغَمٌ تَحْتَ الْقَنْطَرَةِ:** كۆۋرۈك ئاستىغا قويۇلغان مىنا.

**أَلْغَامٌ مَوْقُوتَةٌ:** مۇددەتلىك پارتلايدىغان مىنا.

**آلَةُ كَشْفِ الأَلْغَامِ:** مىنا بايقاش سايمىنى.

**لَغْوٌ:** جۆيلۈمەك، ۋالاقلىماق، يالغان گەپ قىلماق، بىلجىرلىماق، ئېغىزغا كەلگەنچە سۆزلىمەك، قارىسىغا سۆزلىمەك، پايدىسىز، بىھۇدە گەپ.

**فِي لَغْوٍ:** بۇ بۇتۇنلەي يالغان، قىيقىزىل يالغان.

**﴿وَالَّذِينَ لَا يَشْهَدُونَ الزُّورَ وَإِذَا مَرُّوا بِاللَّغْوِ مَرُّوا كِرَامًا﴾** «قرآن»: ئۇلار (يەنى، ئاللاھ ياخشى كۆرىدىغان بەندىلەر) يالغان گۇۋاھلىق بەرمەيدۇ، يالغان سۆزنى ئاڭلاپ قالغان چاغدا، ئالىيجانابلىق بىلەن ئۆتۈپ كېتىدۇ.

**لُغُوبٌ:** زەئىپ، ئەخمەق.

**﴿وَلَا يَمَسُّنَا فِيهَا لُغُوبٌ﴾** «قرآن»: جەننەتتە بىز ھەرگىز چارچىمايمىز.

**لُغُوبٌ:** يالغان سۆزلىمەك، بۇزغۇنچىلىق قىلماق، ھارماق، چارچىماق، زەئىپ، ئەخمەق، چىش مىلىكى.

**لُغَوِيٌّ:** تىلغا مۇناسىۋەتلىك، تىلشۇناس.

**«بَحْثٌ لُغَوِيٌّ»:** تىل تەتقىقاتى.

**فُلَانٌ لُغَوِيٌّ شَهِيرٌ:** پالانى مەشھۇر تىلشۇناس.

**دِرَاسَةٌ لُغَوِيَّةٌ:** تىل تەتقىقاتى.

**اللُّغَوِيُّونَ:** تىلشۇناسلار.

**لَغَى وَلَغَايَةً وَلَاغِيَةً وَمَلْغَاةً فِي قَوْلِهِ:** يوقىلاڭ گەپلەرنى قىلدى، ئېغىزىغا كەلگەنچە سۆزلىدى، ئۇتۇرۇقسىز گەپ قىلدى، خاتا گەپ قىلدى، خاتا سۆزلىدى.

**لَغِيَ الشَّخْصُ بِالْمَاءِ:** سۇغا قانمىدى.

**لَغِيَ الطَّائِرُ:** قۇش سايرىدى.

**لَغِيفٌ ج لُغَفَاءُ:** كىشىنىڭ يېقىنى.

**لَغِيفَةٌ:** سۇيۇق تاماق.

**لَفَا يَلْفُو لَفْوًا هُ ـ حَقَّهُ:** ئۇنىڭ ھەققىنى كېمەيتىۋەتتى.

**لَفَا اللَّحْمَ عَنِ الْعَظْمِ:** گۆشنى سۆڭەكتىن ئايرىدى.

**لَفَاتٌ:** ئالدىراقسانلىق، ئاچچىقى يامانلىق، ئەخمەقلىق، تەتۈرلۈك، ئۆز بېشىمچىلىق، بەگۋاشلىق، مىجەزى چۇسلۇق، تېرىككەكلىك.

**لِفَاعٌ:** يۈتۈن بەدەننى يۆگەپ تۇرىدىغان سىرتقى كىيىم.

**لِفَافَةٌ ج لَفَائِفُ:** داكا، بىنت، تېگىق، كونۋېرت، يۆرەكنى قاپلىۋالغان ماي.

**لِفَافَةٌ مِنَ التَّبْغِ:** بىر قاپ تاماكا.

**لَفَأَ يَلْفَأُ لَفْأً وَلَفَأً وَلَفَاءً الْعُودَ:** ياغاچنى سويدى.

**لَفَأَ اللَّحْمَ عَنِ الْعَظْمِ:** گۆشنى شىلدى.

**لَفَأَتِ الرِّيحُ السَّحَابَ عَنْ وَجْهِ السَّمَاءِ:** شامال بۇلۇتنى سۈرۈپ كەتتى.

**لَفَأَهُ حَقَّهُ:** ئۇنىڭ ھەققىنى كېمەيتىپ بەردى.

**لَفَأَهُ بِالْعَصَا:** ئۇنى تاياق بىلەن ئۇردى.

**لَفَأَ فُلَانًا عَنْ مُرَادِهِ:** مەقسىتىگە يەتكۈزمىدى، توسۇدى.

**لَفِئَ يَلْفَأُ لَفَأً الشَّيْءُ:** قىلىپ قالدى، ئېشىپ قالدى.

**لَفْأَةٌ:** بىر پارچە گۆش.

**لَفْءٌ:** گۆش.

لَفَتَ يَلْفِتُ لَفْتًا وَلَفَّتَ: ئايلاندۇردى، بۇرىدى، ھەرىكەتلەندۈردى، چۆرگىلەتتى، پىرقىراتتى، ئۆزگەرتتى، ئۆگشىدى.

لَفَتَ فُلَانًا عَنْ رَأْيِهِ: رايىدىن ياندۇردى.

لَفَتَ نَظَرَهُ إِلَى كَذَا: ئۇنىڭ نەزىرىنى ...غا بۇرىدى، دىققىتىنى ...غا قاراتتى.

لَفَتَ الْقِشْرَ عَنِ الشَّجَرِ: دەرەخنى سويدى.

لِفْت: چامغۇر.

لِفْتَة ج لِفْتَات: بىر باش چامغۇر.

لَفْتَاءُ: سولخاي.

لَفْتَة: بىر قېتىم قاراش، كۆڭۈل بۆلۈش، ئىلتىپات.

لَفْتَةٌ سَامِيَةٌ: ئالىي ئىلتىپات.

لَفْتَة ج لَفَتَات: بۇرۇلۇپ قارىماق، كۆڭۈل بۆلۈش؛ كۆزنىڭ قۇيرۇقىدا قارىماق؛ كۆرۈپ قالماق، كۆزگە چېلىقماق، بىر قاراپلا نەزەر تاشلىماق؛ ئارقىغا بۇرۇلماق، بۇرۇلۇپ ئايلانماق.

لَفْجٌ . لَفَجٌ: خارلىق.

لُفْجٌ: ئېقىن.

لَفَجَ يَلْفَجُ لَفْجًا فُلَانًا: ئۇردى.

لَفَحَ يَلْفَحُ لَفْحًا وَلَفَحَانًا: كۆيدۈردى، ئەۋجگە چىقتى، بىراقلا ئوت ئېلىپ كەتتى، ياندى.

«أَمَا لَوْلَمْ تَفْعَلْ لَلَفَحَتْكَ النَّارُ أَوْلَمَسَتْكَ النَّار» ‹حديث›: ئەگەر شۇنداق قىلمىغان بولساڭ، سېنى دوزاخ كۆيدۈرگەن بولاتتى.

لَفْحَة ج لَفَحَات: ئوتنىڭ قىزىقى، يالقۇنى.

«أَصَابَتْهُ لَفَحَاتُ النَّارِ عِنْدَ اقْتِرَابِهِ مِنَ الْحَرِيقِ»: يانغىنغا يېقىنلىشىۋىدى، ئۇنىڭغا ئوت تۇتىشىپ كەتتى.

لَفْحَةُ الْبَرْدِ: ئۈششۈك.

لَفَحَهُ يَلْفَحُ لَفْحًا: تاياق بىلەن بېشىغا ئۇردى، كاچاتلىدى.

لَفَظَ يَلْفِظُ لَفْظًا الشَّخْصُ بِالْكَلَامِ: سۆزلىدى، سۆز قىلدى.

﴿مَا يَلْفِظُ مِنْ قَوْلٍ إِلَّا لَدَيْهِ رَقِيبٌ عَتِيدٌ﴾ ‹قرآن›: ئۇ قانداق بىر سۆزنى قىلمىسۇن، ئۇنىڭ ئالدىدا ھامان پەرىشتە ھازىر بولۇپ، كۆزىتىپ تۇرىدۇ.

لَفَظَ الشَّيْءَ وَبِالشَّيْءِ مِنْ فِيهِ: ئېغىزدىن چىقاردى، تۈكۈردى، چاچراتتى، چاچتى، پۈركىدى.

«لَفَظَ نَوَاةَ التَّمْرِ»: خورمىنىڭ ئۇرۇقىنى تۈكۈردى.

«لَفَظَتْ رِيقَهَا»: تۈكۈردى.

«لَفَظَ الْبَحْرُ السَّمَكَ»: دېڭىز بېلىقنى قىرغاققا چىقاردى.

«لَفَظَ نَفَسَهُ الْأَخِيرَ»: ئۆلدى.

لَفْظ: تەلەپپۇز، تاۋۇش چىقىرىش، ئوقۇش.

لَفْظ ج أَلْفَاظ: سۆز، تاق سۆز.

لَفْظَة ج لَفَظَات: سۆز، تاق سۆز.

لَفْظِيّ: تەلەپپۇزچە، ئوقۇلۇشى، ئاغزاكى، ئېغىزچە.

نَقْدٌ لَفْظِيٌّ: ئاغزاكى تەنقىد.

جَدَلٌ لَفْظِيٌّ: ئاغزاكى مۇنازىرە.

لَفَعَ يَلْفَعُ لَفْعًا النَّارُ الشَّخْصَ: ئوت يالقۇنى كىشىگە ھەر تەرەپتىن تەگدى.

لَفَعَ الشَّيْبُ رَأْسَهُ: ئۇنىڭ بېشىغا ئاق كىردى، ئۇنىڭ بېشىنى ئاق قاپلىدى.

لَفَّ يَلُفُّ لَفًّا: تۇردى، يۆگىدى، ئورىدى، ئايلاندى، چۆرگىلىدى، ئەگىدى.

«لَفَّ الْقُمَاشَ»: رەختنى ئورىدى.

«لَفُّوا الْبِضَاعَةَ فِي الْأَكْيَاسِ»: ئۇلار ماللارنى خالتىلارغا قاچىلىدى.

«تَلُفُّ الصُّوفَ»: ئۇ يۇڭ ئورايدۇ.

«لَفَّ سِيجَارَةً»: تاماكا يۆگىدى.

«لَفَّ أَمْتِعَتَهُ»: ماللىرىنى ئورىدى.

لَفَّ الْمَيِّتَ فِي الْكَفَنِ: ئۆلۈكنى كېپەنلىدى.

لَفَّ الشَّخْصَ حَقَّهُ: كىشىنىڭ ھەققىنى چەكلىدى.

لَفَّ الشَّيْءَ: ياپتى، قاپلىدى، توستى، باستى، يوشۇردى.

لَفَّ الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: ئۇلىدى، تۇتاشتۇردى، باغلىدى، بىرىكتۈردى.

لَفَّ رَأْسَهُ بِعِمَامَةٍ: بېشىغا سەللە يۆگىدى.

جَاءَ فُلَانٌ وَمَنْ لَفَّ لَفَّهُ: پالانى ۋە ئۇنىڭغا تەۋە كىشىلەر كەلدى.

لَفَّ ضَفِيرَةً حَوْلَ رَأْسِهِ: چېچىنى بانتىلىۋالدى.

لَفٌّ: يۆگىمەك، ئورىماق، چارلىماق، كۆزەتمەك، تەكشۈرمەك.

لَفٌّ ج أَلْفَافٌ وَلُفُوفٌ: ئۆسۈملۈكلىرى ياكى دەرەخلىرى بۈك-باراقسان يەر؛ توپلانغان كىشىلەر.

«حَدِيقَةٌ لَفٌّ»: بۈك-باراقسان باغچە.

﴿وَجَنَّاتٍ أَلْفَافًا﴾ «قرآن»: دەرەخلىرى قويۇق باغچىلارنى ...

«أَتَى فِي لَفٍّ مِنْ قَبِيلَتِهِ»: ئۇ قەبىلىسىدىن بىر توپ كىشىلەر بىلەن كەلدى.

لُفَّاحٌ: ماندالىن، بىر خىل ئۆسۈملۈك.

لَفَّتَ يُلَفِّتُ تَلْفِيتًا: ئايلاندۇردى، بۇرىدى، چۆرگىلەتتى.

لَفَّتَ عَنْ رَأْيِهِ: ئۇنى پىكرىدىن قايتۇردى.

لَفَّةٌ ج لَفَّاتٌ: يۆگەم، ئورام، باغلام، تېڭىق، خالتا، بوغچا، ئايلىنىپ يۈرمەك، كەزمەك، ھەر يەرگە بارماق، ھەممە يەردە بولماق، رومال، ياغلىق.

لَفَّعَ يُلَفِّعُ تَلْفِيعًا الشَّيْبُ رَأْسَهُ: ئۇنىڭ بېشىغا ئاق كىردى.

لَفَّقَ يُلَفِّقُ تَلْفِيقًا الشَّخْصُ الكَلَامَ: ياغلىما گەپ قىلدى، توقۇدى، ئويدۇرۇپ چىقاردى.

«لَفَّقَ الفَقِيرُ قَمِيصَهُ»: كەمبەغەل كۆڭلىكىنى تۆزى تىكتى.

لَفَّقَ الثَّوْبَ: كىيىمنى يامىدى.

لَفَّقَ القِصَّةَ مِنْ أَوَّلِهَا إِلَى آخِرِهَا: ھېكايىنى باشتىن-ئاخىر توقۇپ چىقتى.

يُلَفِّقُ الْكَلَامَ بِبَرَاعَةٍ: ئۇ سۆزنى ئۇستىلىق بىلەن توقۇيدۇ.

لَفَقَ يَلْفِقُ لَفْقًا الثَّوْبَ: كىيىمنى يامىدى.

«لَفَقَتِ الْمَرْأَةُ ثَوْبَ زَوْجِهَا»: ئايال ئېرىنىڭ كىيىمىنى يامىدى.

لَفَقَ الشَّخْصُ الأَمْرَ: ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرالمىدى.

لَفْلَفَ يُلَفْلِفُ لَفْلَفَةً الشَّخْصُ: دۇدۇقلاپ سۆزنى راۋان قىلالمىدى.

لَفْلَفَ الشَّخْصُ فِي ثَوْبِهِ: كىيىمگە ئورىنىۋالدى.

لَفُوتٌ: تەتۈر، مىجەزى چۇس، تېرىككەك، قىنى قىزىق.

لَفُوحٌ: كۆيدۈرگۈچى.

لَفِيَّةٌ ج لَفَايَا ولَفِيٌّ: بىر پارچە لوق گۆش.

لَفِيظٌ: ئېغىزدىن چىقىرىلغان، پۈركەلگەن، تۈكۈرۈلگەن، تەلەپپۇز قىلىنغان، ئوقۇلغان، تاۋۇش چىقىرىلغان.

لَفِيفٌ: بۈك-باراقسان دەرەخ؛ ئارىلاش توپ، ھەر خىل كىشىلەردىن يىغىلغان توپ.

«جِئْنَا بِكُمْ لَفِيفًا» «قرآن»: سىلەرنى (قەبرەڭلەردىن مەھشەرگاھقا) ئارىلاش ئېلىپ كېلىمىز.

لَفِيفٌ مِنَ الْمُشَاهِدِينَ: تاماشىبىنلار توپى.

لَفِيفَةٌ ج لَفَائِفُ: بىر سىگار، بىر يۆگەم تاماكا، ئورالغان مال.

«أَنْزَلَ اللَّفَائِفَ مِنَ البَاخِرَةِ»: ئورالغان ماللارنى پاراخوتتىن چۈشۈردى.

لِقَاءٌ: ئۇچرىشىش، ئۇچراتماق، مۇلاقات بولۇش، يولۇقۇپ قالماق، يۈز كۆرۈشمەك.

إِلَى اللِّقَاءِ: خەير-خوش، خەير، يەنە كۆرۈشەرمىز.

﴿قَدْ خَسِرَ الَّذِينَ كَذَّبُوا بِلِقَاءِ اللهِ﴾ «قرآن»: ئاللاھغا مۇلاقات بولۇشنى (يەنى، قايتا تىرىلىشنى) ئىنكار قىلغانلار ھەقىقەتەن زىيان تارتتى.

لِقَاء ج لِقَاآتٌ: يىغىلىش، يىغىن، سۆھبەت.

«تَمَّ لِقَاءٌ بَيْنَ الطَّلَبَةِ»: ئوقۇغۇچىلار ئارا يىغىن ئۆتكەندى.

«لِقَاءٌ تَلْفَزِيٌّ»: تېلېۋىزىيە سۆھبىتى.

«لِقَاءَات إِذَاعِيَّةٌ»: رادىئو سۆھبىتى.

جَازَاهُ لِقَاءَ اجْتِهَادِهِ: ئۇنى تىرىشچانلىقىغا قارىتا مۇكاپاتلىدى.

لَقَاحٌ: تۆگە، ئات قاتارلىقلارنىڭ ئۇرۇقى، ئىسپېرمىسى.

لَقَاحٌ: چاڭ، ئۇرۇق، ۋىرۇس.

لَقَاحُ النَّبَاتِ: گۈلچېكى.

لَقَاح الْجُدَرِيّ: چېچەك ۋاكسىنىسى.

لُقَاطٌ - لُقَاطَةُ الحِصَادِ: چېچىلىپ كەتكەن باشاق، چۈشۈپ قالغان نەرسە.

لُقَاطَةٌ ج أَلْقَاطٌ: چۈشۈپ قالغان نەرسە، باش، باشاق، مېتال، ئالتۇن قاچىلىرى، تېپىۋالغان نەرسە.

لَقَبٌ ج أَلْقَابٌ: تەخەللۇس، لەقەم، نام.

لَقَبُ شَرَفٍ: ھۆرمەت نامى، شەرەپلىك نام.

لَقَبُ أُسْتَاذٍ: پروفېسسورلۇق نام.

فَازَ بِلَقَبِ الْبُطُولَةِ فِي السِّبَاحَةِ: سۇ ئۈزۈشتە چېمپىيونلۇققا ئېرىشتى.

لَقَبُ دُكْتُورٍ شَرَفِيٍّ: پەخرىي دوكتورلۇق نامى.

﴿وَلَاتَلْمِزُوا أَنْفُسَكُمْ وَلَاتَنَابَزُوا بِالْأَلْقَابِ﴾ «قرآن»: بىر-بىرىڭلارنى ئەيىبلىمەڭلار، بىر-بىرىڭلارنى يامان لەقەم بىلەن چاقىرماڭلار.

لَقِحَ يَلْقَحُ لَقْحًا وَ لَقَاحًا: بوغاز بولدى، ھامىلىدار بولدى، بويىدا قالدى، ئىككى قات بولدى، چاڭلاشتى.

لَقِحَتِ النَّاقَةُ: تۆگە بوغاز بولدى.

لَقِحَتِ النَّخْلَةُ: خورما چاڭلاشتى.

لَقَدْ: ئۆتكەن زامان پېئىلىنىڭ ئالدىدا كېلىدىغان قوشۇمچە بولۇپ، دەرۋەقە، دېگەندەك، ھەقىقەتەن، راست، راستتىنلا، ئاللىقاچان، دېگەن مەنىلەردە كېلىدۇ.

لَقَدْ أَحْرَزْنَا إِنْتِصَارَاتٍ عَظِيمَةً: بىز ھەقىقەتەن چوڭ غەلىبىلەرنى قولغا كەلتۈردۇق.

لَقَسَ يَلْقُسُ / يَلْقِسُ لَقْسًا: زاڭلىق قىلدى، مەسخىرە قىلدى، كىنايە قىلدى، شاڭخو قىلدى.

لَقَصَ يَلْقَصُ لَقْصًا الشَّيْءُ جِلْدَهُ: كۆيدۈردى.

لَقِصَ يَلْقَصُ لَقَصًا فُلَانٌ: سىقىلدى.

لَقَطَ يَلْقُطُ لَقْطًا: تەردى، تېپىۋالدى.

لَقَطَ الطَّائِرُ الْحَبَّ: قۇش داننى يېدى.

لَقَطَ الشَّخْصُ الشَّيْءَ: نەرسىنى تېرىۋالدى.

لَقَطَ الشَّخْصُ الصُّورَةَ: رەسىم تارتتى.

لَقَطٌ: چۈشۈپ قالغان نەرسە، باش، باشاق، مېتال، ئالتۇن پارچىلىرى، تېپىۋالغان نەرسە.

لَقْطَةٌ لَقَطَاتٌ: بىر قېتىم تېرىش، كىنودىكى كۆرۈنۈش.

لَقَطَاتٌ خَارِجِيَّةٌ: كىنونىڭ تاشقى كۆرۈنۈشى (فىلىمنىڭ).

لَقْطَةٌ دَاخِلِيَّةٌ: كىنونىڭ ئىچكى كۆرۈنۈشى (فىلىمنىڭ).

لُقْطَةٌ ج لُقَطٌ لُقَطَاتٌ: چۈشۈپ قالغان نەرسە؛ باش، باشاق، مېتال؛ ئالتۇن پارچىلىرى؛ تېپىۋالغان نەرسە.

لَقَعَ يَلْقَعُ لَقْعًا: تاشلىدى، چۆرىدى، ئىرغىتىپ تاشلىدى.

لَقِفَ يَلْقَفُ لَقْفًا وَ لَقَفَانًا: تۇتۇۋالدى، قولغا ئالدى، قولغا چۈشۈردى، ئېسىلىۋالدى، يېپىشتى، دەم تارتىپ يۇتۇۋەتتى.

«لَقِفَ الكُرَّةَ»: توپنى تۇتۇۋالدى.

﴿وَأَلْقِ مَا فِي يَمِينِكَ تَلْقَفْ مَا صَنَعُوا﴾ «قرآن»: قولۇڭدىكىنى تاشلىغىن، ئۇ ئۇلارنىڭ كۆرسەتكەن سېھىرلىرىنى دەم تارتىپ يۇتۇۋېتىدۇ.

لَقَّ يَلُقّ لَقًّا عَيْنَهُ: كۆزىگە قولى بىلەن ئۇردى.

لَقَّاقٌ: كوت-كوت، ۋالاقتەككۇر.

رَجُلٌ لَقَّاقٌ بَقَّاقٌ: ۋالاقتەككۇر ئادەم.

لَقَّبَ يُلَقِّبُ تَلْقِيبًا الشَّخْصَ بِكَذَا: لەقەم قويىدى، باشقا ئىسىم قويىدى.

لَقَبٌ ج أَلْقَابٌ: لەقەم، باشقا ئىسىم، فامىلە، نام، ھۆرمەت نامى.

لَقَّبَهُ بِالجَاحِظِ: ئۇنىڭغا جاھىز دەپ لەقەم قويىدى.

لُقِّبَتْ بِالْعَرْجَاءِ: ئۇنىڭغا توكۇر، دەپ لەقەم قويۇلدى.

لَقَّحَ يُلَقِّحُ تَلْقِيحًا: چاڭلاشتۇردى، ئۇرۇقلاندۇردى، ئۇلىدى.

لَقَّحَ شَجَرَةَ الْمِشْمِشِ خوخًا: ئۆرۈك دەرىخىگە شاپتۇلنى ئۇلىدى.

لُقِّحَ ضِدَّ مَرَضِ السّلِّ: تۇبېركۇلىيۇزغا قارشى ۋاكسىنا ئۇرۇلدى.

لَقَّفَ يُلَقِّفُ تَلْقِيفًا فُلَانًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئۇنىڭ تۇتۇۋېلىشى ئۈچۈن تاشلاپ بەردى، ئېتىپ بەردى.

لَقَّفَ الطَّعَامَ: تائامنى يېگۈزدى.

لَقَّفَهُ الدَّرْسَ: ئۇنىڭغا دەرسنى ئۆگەتتى.

لَقَّمَ يُلَقِّمُ تَلْقِيمًا ـــهُ الطَّعَامَ: ئۇنىڭغا تائامنى تېز يېگۈزدى.

لَقَّمَ البَعِيرَ وَ نَحْوَهَ: تۆگە ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاشلارغا قولى بىلەن يېگۈزدى.

لَقَّمَ الشَّجَرَةَ: (مېۋىلىك) دەرەخنى ئۇلىدى.

«لَقَّمَ الْخَوْخَ مِشْمِشًا»: شاپتۇلنى ئۆرۈككە ئۇلىدى.

لَقَّنَ يُلَقِّنُ تَلْقِينًا: ئۆگەتتى، ئېغىزاكى ئۆگەتتى، ئەسلەتتى، يوشۇرۇن ئاۋازدا دەپ بەردى.

«لَقَّنَ الْمُؤَدِّبُ تَلَامِيذَهُ القُرآنَ»: تەربىيىچى ئوقۇغۇچىلارغا قۇرئاننى ئۆگەتتى.

لَقَّى يُلَقِّي تَلْقِيَةً فُلَانًا الشَّيْءَ: نەرسىنى پالانىغا تاشلاپ بەردى.

لِقْلَاقٌ: سۆزمەنچى، پىتنىخور.

لَقْلَقَ يُلَقْلِقُ لَقْلَقَةً الشَّيْءَ: ھەرىكەتلەندۈردى، مىدىرلاتتى.

لَقْلَقَ اللَّقْلَاقُ: ئاق تۇرنا سايرىدى.

لَقْلَقٌ ج لَقَالِقُ: ئاق تۇرنا.

لَقَمَ يَلْقُمُ لَقْمًا الطَّرِيقَ وَ غَيْرَهُ: توستى، ئەتتى.

لَقِمَ يَلْقَمُ لَقْمًا الطَّعَامَ: تېز يېدى، چاپسان يېدى.

لُقْمَةٌ ج لُقَمٌ: لوقما، چىشلەم.

لُقْمَةٌ سَائِغَةٌ: نازۇنېمەت، ئېسىل تائام، مەززىلىك لوقما، يېيىشلىك تاماق.

لُقْمَةُ اللِّجَامِ: ئېغىزدۇرۇق.

لُقْمَةُ العَيْشِ: كۈنلۈك ئىش، ئاددىي ئوزۇق.

«فُلَانٌ يَجْرِي وَرَاءَ لُقْمَةِ العَيْشِ»: پالانى قورساق بېقىش ئۈچۈنلا قاترايدۇ.

جَعَلَهُ لُقْمَةً سَائِغَةً: ئۇنى سۆزىدىن چىقمايدىغان قىلىۋالدى.

لَقِنَ يَلْقَنُ لَقَنًا وَ لَقَانَةً: چۈشەندى.

«لَقِنَتِ البِنْتُ اللُّغْزَ»: قىز تېپىشماقنى تاپتى.

«لَقِنَ الطَّالِبُ مِنْ أُسْتَاذِهِ كُلَّ الدُّرُوسِ»: ئوقۇغۇچى ئۇستازىدىن ھەممە دەرسلەرنى ئالدى.

لَقِنٌ: ئۆتكۈر، زېھنى ئۆتكۈر، ئەقىل-پاراسەتلىك.

لَقْوَةٌ: يۈز نېرىسىنىڭ تارتىشىپ قېلىش كېسىلى، تومۇر تارتىشىش كېسىلى، لەقۋا كېسىلى.

أُصِيبَ بِلَقْوَةٍ عِنْدَمَا بَلَغَ سِنَّ الثَّمَانِينَ: سەكسەنگە كىرگەندە يۈزى تارتىشىپ قالدى.

لَقِيَ يَلْقَى لِقَاءً وَ لُقْيَانًا وَ لُقْيَةً وَ تِلْقَاءً فُلَانًا: كۈتۈۋالدى،

قوبۇل قىلدى، كۆرۈشتى، يولۇقتى، ئۇچرىشىپ قالدى، ئۇچرىدى.

لَقِيَهُ: ئۇچراشتى، كۆردى.

«لَقِيَهُ فِي الطَّرِيقِ»: ئۇنىڭ بىلەن يولدا ئۇچراشتى، ئۇنى يولدا كۆردى.

«لَقِيَ صُعُوبَةً فِي الأَمْرِ»: ئىشتا قىيىنچىلىققا دۇچ كەلدى.

لَقِيَ الشَّخْصُ رَبَّهُ: كىشى ئۆلدى.

لَقًى ج أَلْقَاءٌ . لُقْيَةٌ ج لُقًى: تاشلىۋېتىلگەن نەرسە، تېپىۋالغان نەرسە، تەرگەن نەرسە، سۈزۈۋالغان نەرسە.

لَقْيَةٌ: بىر قېتىم ئۇچرىشىش.

لَقِيطٌ ج لُقَطَاءُ م لقيطة ج لَقَائِط: تېپىۋېلىنغان نەرسە، تېرىۋېلىنغان نەرسە.

بِنْتُ لَقِيطَةٌ: تېپىۋېلىنغان قىز.

إِبْنُ اللَّقِيطَةِ: پەس، رەزىل، پاسكىنا.

لَقِيَّةٌ ج لَقَايَا: دەپنە ـ دۇنيا، يەرگە كۆمۈلگەن بايلىق.

لُكَائِيٌّ: ئاپئاق ئادەم.

لُكَاعٌ: پەس، تېگى پەس، ئېپلاس.

لَكَأَ يَلْكَأُ لَكْئًا حَقَّهُ: ئۇنىڭ ھەققىنى پۈتۈن بەردى.

لَكَأَهُ بِالسَّوْطِ: ئۇنى قامچا بىلەن ئۇردى.

لَكَأَ: تۇغدى.

لَعَنَ اللهُ أُمًّا لَكَأَتْ بِهِ: ئۇنى تۇغقان ئانىغا ئاللاھ لەنەت قىلسۇن.

لَكِيَءَ يَلْكَأُ لَكَأً الشَّخْصُ بِالْمَكَانِ: بىرەر يەردە تۇردى.

لَكَثَ يَلْكَثُ لَكْثًا الوَسَخُ عَلَيْهِ أَوْ بِهِ: ئۇنىڭغا كىر چاپلىشىۋالدى.

لَكَثَ يَلْكُثُ لَكْثًا وَلُكَاثًا: مۇشتلاپ ئۇردى، تەپتى.

لَكِثٌ: سېمىز.

نَاقَةٌ لَكِثَةٌ: سېمىز تۆگە.

لَكَحَ يَلْكَحُ لَكْحًا: مۇشتلىدى.

لَكَحَهُ بِلِسَانِهِ: ياىلىدى.

لَكَدَ يَلْكَدُ لَكَدًا الوَسَخُ عَلَى فُلَانٍ: كىر بولۇپ كەتتى، كىر چاپلىشىپ قالدى.

لَكَدَ الشَّعْرُ: چاچ چىگىچلىشىپ كەتتى.

لَكِدٌ: بېخىل، پىخسىق.

لَكَزَ يَلْكُزُ لَكْزًا ــ هُ: ئۇنىڭ كۆكسىگە (مەيدىسىگە) مۇشتلىدى.

لَكِسٌ: باشباشتاق ئادەم.

لَكَشَ يَلْكُشُ لَكْشًا ــ هُ بِيَدِهِ: مۇشتلىدى.

لَكَشَ الفَرَسَ بِالرِّكَابِ: ئاتنى ئۈزەڭگە بىلەن دېۋىتتى.

لَكَضَ يَلْكُضُ لَكْضًا فُلَانًا: مۇشتلىدى.

لَكُعَ يَلْكُعُ لَكَعًا وَلَكَاعَةً الشَّخْصُ: كىشى يامان بولدى، پەسكەش بولدى، رەزىل بولدى، ئېپلاس بولدى، ئەخمەق بولدى.

لَكِعَ يَلْكَعُ لَكَعًا وَلَكَاعَةً: پەسكەش بولدى، رەزىل بولدى، ئەخمەق بولدى.

لَكِعَ عَلَيْهِ الوَسَخُ: ئۇنىڭغا كىر يۇقتى، ئۇ مەينەت بولدى.

لُكَعٌ: پەسكەش، ئەخمەق؛ كىچىك بالا، گۆدەك بالا؛ مەينەت، پاسكىنا؛ تاي، تەخەي.

يَا لُكَعُ: ۋۇ پەسكەش! ۋۇ پاسكىنا.

«أَثَمَّ لُكَعٌ» ‹حديث›: «قَالَهُ رسول الله صلى الله عليه وسلم: مُسْتَفْسِرًا فَاطِمَةَ، يُرِيدُ الْحَسَنَ أَوِ الْحُسَيْنَ»: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى فاتىمەدىن بۇ يەردە بالىچاق (ھەسەن ياكى ھۈسەيىننى دېمەكچى) بارمۇ؟ دەپ سورىدى.

لُكَعَةٌ: پەسكەش ئايال.

لَكَّ يَلُكُّ لَكًّا ــ هُ: ئۇنىڭ گەردىنىگە مۇشتلىدى.

«لَكَّ الْمُصَارِعُ خَصْمَهُ»: چېلىشقۇچى قارشى تەرەپنىڭ گەردىنىگە مۇشتلىدى.

لَكَّاثٌ: گەجگى، گەج ياسايدىغان ئادەم.

لَكَمَ يَلْكُمُ لَكْمًا: مۇشتلىدى.

«لَكَمَ الْمَلَاكِمُ خَصْمَهُ»: بوكسيورچى قارشى تەرەپنى مۇشتلىدى.

لَكَمَهُ: ئىتتەردى.

«لَكَمَ الشُّرْطِيّ الْمُجْرِمَ»: ساقچى جىنايەتچىنى ئىتتەردى.

لَكْمَةٌ ج لَكَمَاتٌ: مۇشتلىماق.

لَكِنَ يَلْكَنُ لَكَنًا وَلُكْنَةً: كېكەچلىدى، تىل چاينىدى، دۇدۇقلىدى.

«يَلْكَنُ الْمُسْتَشْرِقُ فِي كَلَامِهِ»: شەرقشۇناس سۆزلىگەندە كېكەچلەيدۇ.

لَكِنْ: لېكىن.

«مَا قَامَ زَيْدٌ لَكِنْ عَمْرو»: زەيد تۇرمىدى، لېكىن ئەمر تۇردى.

«لا تَضْرِبْ زَيْدًا لَكِنْ عَمْرًا»: زەيدنى ئەمەس، ئەمرنى ئۇرغىن.

﴿وَلَكِن كَانُوا هُمُ الظَّالِمِيْن﴾ «قرآن»: ۋە لېكىن، ئۇلار ئۆزلىرىگە ئۆزلىرى زۇلۇم قىلدى.

لَكِنَّ: لېكىن.

«قَامَ الْقَوْمُ لَكِنَّ صَالِحًا جَالِسٌ»: كىشىلەر ئۆرە تۇرغان، لېكىن سالىھ ئولتۇرغان.

«لَوْجَاءَنِي لَأَكْرَمْتُهُ لَكِنَّهُ لَمْ يَجِئْ»: ئۇ كەلگەن بولسا، ئەلۋەتتە ئۇنى ئىززەت قىلاتتىم، لېكىن، ئۇ كەلمىدى.

لَكِيْعٌ ج لُكَعَاءُ: پەسكەش، ئەخمەق.

لَمْ: ھازىرقى زامان پېئىلىنىڭ ئالدىغا كېلىپ، ئۇنى ئۆتكەن زامان بولۇشسىز پېئىلىغا ئايلاندۇرىدىغان قوشۇمچە.

«لَمْ يَكْتُب دَرْسَهُ»: ئۇ دەرسنى يازمىدى.

«أَلَمْ أَقُلْ لَكَ ذَلِكَ»: ساڭا شۇنى ئېيتمىدىممۇ؟!

«أَوَلَمْ يُؤَدِّبْكُمْ أَبُوكُمْ»: داداڭلار سىلەرنى تەربىيىلىمىدىمۇ؟

﴿أَلَمْ أَقُلْ لَكَ إِنَّكَ لَنْ تَسْتَطِيعَ مَعِيَ صَبْرًا﴾ «قرآن»: ساڭا مەن ھەقىقەتەن مەن بىلەن بىللە بولۇشقا سەۋر-تاقەت قىلىپ تۇرالمايسەن، دېمىدىممۇ؟

لِمَ: نېمە ئۈچۈن، نېمىشقا.

«لِمَ ضَرَبْتَهُ؟»: ئۇنى نېمە ئۈچۈن ئۇردۇڭ؟

لِمَاذَا: نېمە ئۈچۈن، نېمىشقا.

«لِمَاذَا فَعَلْتَ هَذَا؟»: بۇنى نېمە ئۈچۈن قىلدىڭ؟

«لِمَاذَا غِبْتَ عَنِ الدَّرْسِ الْيَوْمَ؟»: بۈگۈن نېمە ئۈچۈن دەرسكە كەلمىدىڭ؟

لُمَاظَةٌ ج لُمَظَاتٌ: تائامنىڭ ئېغىزدىكى قالدۇقى، نەرسىنىڭ ئاز قالدۇقى.

«أَلْقَى لُمَاظَةً مِنْ فِيْهِ»: تائامنىڭ ئېغىزدىكى قالدۇقىنى تۈكۈردى.

«مَا الدُّنْيَا إِلَّا لُمَاظَةُ أَيَّامٍ»: دۇنيا كۈنلىرى ئازغىنە قالدۇقتۇر.

لَمَاقٌ: پارچە-پۇرات يېمەكلىك.

مَا ذُقْتُ لَمَاقًا: ئازراقمۇ تېتىپ باقمىدىم.

لِمَاكٌ. لُمَاكٌ: سۈرمەل، سۈرمە تېشى.

لِمَامٌ: چېكە چاچ، ياگاق چاچ.

لَمَجَ يَلْمُجُ لَمْجًا: يېدى.

لَمَجَ الرَّضِيعُ أُمَّهُ: بوۋاق ئانىسىنى ئەمدى.

لُمْجَةٌ ج لُمَجٌ: چۈشلۈك تاماق بىلەن كەچلىك تاماق ئارىسىدا يېيىلىدىغان يەڭگىل يېمەكلىكلەر.

«اللُّمْجَةُ ضَرُورِيَّةٌ لِنُمُوِّ الأَطْفَالِ»: چۈشلۈك تاماق بىلەن كەچلىك تاماق ئارىسىدا ئازراق بىرنەرسە يېيىش باللار ئۈچۈن زۆرۈردۇر.

لَمَحَ يَلْمَحُ لَمْحًا: نەزەر تاشلىدى، قاراپ قويدى، كۆرۈپ قالدى، كۆزگە چېلىقتى.

لَمَحَهُ يَجْرِي: ئۇنىڭ يۈگۈرۈپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ قالدى.

لَمَحَ يَلْمَحُ لَمْحًا وَلَمَحَانًا وَ تَلْمَاحًا النَّجْمُ أَوِ البَرْقُ:

يۇلتۇز ياكى چاقماق چىمىرلىدى، چاقنىدى.

لَمَحَ: كۆرۈپ قالماق، كۆزنى يۇمۇپ-ئاچقۇچە، تېز قارىماق، تېزلىكتە.

﴿وَمَا أَمْرُ السَّاعَةِ إِلَّا كَلَمْحِ الْبَصَرِ أَوْ هُوَ أَقْرَبُ﴾ ‹قرآن›: قىيامەتنىڭ قايىم بولۇشى كۆزنى يۇمۇپ-ئاچقۇچىلىك ياكى ئۇنىڭدىنمۇ تېزدۇر. «عَادَ فِي لَمْحِ الْبَصَرِ»: ئۇ كۆزنى يۇمۇپ-ئاچقۇچە قايتىپ كەلدى.

لَمْحَةٌ: كۆز يۈگۈرتۈش، لەپپىدە قاراش.

لَمْحَةٌ ج مَلَامِحُ الْوَجْهِ: چىراي، چېھرە.

لَمَخَ يَلْمَخُ لَمْخًا فُلَانًا: مۇشتلىدى، كاچاتلىدى.

لَمَدَ يَلْمُدُ لَمْدًا فُلَانًا: پالانىغا باش ئەگدى.

لَمَزَ يَلْمُزُ / يَلْمِزُ لَمْزًا: ئىشارەت قىلدى، زاڭلىق قىلدى.

«تَلْمُزُ الْعَجُوزُ بِجَارَاتِهَا»: قېرى خوتۇن قوشنىلىرىنى مازاق قىلدۇ.

لُمَزَةٌ: سۆخەنچى، قۇسۇرچى، ئەيىبلىگۈچى.

«رَجُلٌ لُمَزَةٌ لَا يَسْلَمُ مِنْ لِسَانِهِ أَحَدٌ»: قۇسۇرچى ئادەمنىڭ تىلىدىن ھېچكىم ئامان قالمايدۇ.

﴿وَيْلٌ لِكُلِّ هُمَزَةٍ لُمَزَةٍ﴾ ‹قرآن›: (كىشىلەرنى) ئەيىبلىگۈچى سۆخەنچىگە ۋاي!

لَمَسَ يَلْمُسُ / يَلْمِسُ لَمْسًا: سىلىدى، تەگدى، تېگىپ كەتتى، ئۇچراشتى، يېقىنلاشتى، ئارىلاشتى، ھېس قىلدى، سەزدى.

«لَمَسَ تَغْيِيرًا فِي سُلُوكِهِ»: ئۇنىڭ يۈرۈش-تۇرۇشىدا ئۆزگىرىش ھېس قىلدى.

لَمَسَ الْمَرْأَةَ: ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزدى.

لَمَسَ الْحَقِيقَةَ: ھەقىقەتنى تاپتى.

لَهُ شُعَاعٌ يَكَادُ يَلْمِسُ الْبَصَرَ: ئۇنىڭ نۇرى كۆزنى ئېلىپ كەتكىلى تاس قالدۇ.

لَمَسَ الشَّيْءَ: ئىزدىدى، ئاقتۇردى.

لَمْسٌ: سىلىماق، تۇتماق، ئۇرۇلماق، سوقۇلماق، تېگىپ كەتمەك، ئۇچراشماق، ئۇچرىتماق، دوقۇرۇشماق، دۇچ كەلمەك، سۈركىمەك، سۈركەلمەك.

مَمْنُوعُ اللَّمْسِ بِالْيَدِ: تۇتۇشقا بولمايدىغان.

حَاسَّةُ اللَّمْسِ قَوِيَّةٌ عِنْدَ الْمَكْفُوفِ: كورنىڭ تۇتۇش سېزىمى كۈچلۈك.

لَمَسَاتٌ أَخِيرَةٌ لِلْكِتَابِ قَبْلَ تَقْدِيمِهِ لِطَّبْعِ: كىتابنى نەشرگە سۇنۇشتىن ئىلگىرى ئاخىرقى قېتىم كۆزدىن كەچۈرۈش.

لَمَطَهُ: ئۇنىڭغا نەيزە سانجىدى.

لَمَطَ يَلْمُطُ لَمْطًا فُلَانٌ: ھودۇقۇپ كەتتى، پاراكەندە بولدى، خاتىرجەمسىزلەندى.

لَمَظَ يَلْمُظُ لَمْظًا: تىلىنى چىقىرىپ لېۋىنى يالىدى.

لَمَظَ الطَّعَامَ: تەمىنى تېتىپ باقتى.

لَمَظَ الْكَلْبُ الْمَاءَ: ئىت سۇنى تىلىنىڭ ئۇچى بىلەن تېتىپ باقتى.

لَمَعَ يَلْمَعُ لَمْعًا وَلَمَعَانًا: يالتىرىدى، پارقىرىدى، جىلۋىلەندى، پىلىلدىدى، چىمىرلىدى، چاقنىدى، كۆرۈندى، نۇر چاچتى، يورۇدى.

لَمَعَ بِسَيْفِهِ: قىلىچ ئويناتتى، پولاڭلاتتى.

لَمَعَ بِيَدِهِ: كۆرسەتتى، ئىشارەت قىلدى.

لَمَعَ بِالشَّيْءِ: ئېلىپ كەتتى، ئاپىرىپ بەردى.

«لَمَعَ الْمُسَافِرُ إِلَى صَاحِبِ السَّيَّارَةِ بِيَدِهِ»: يولۇچى ماشىنا ئىگىسىگە قولى بىلەن ئىشارەت قىلدى.

لَمَعَ فِي رَأْسِهِ خَاطِرٌ: كاللىسىدىن بىرەر ئوي لاپپىدە ئۆتۈپ كەتتى.

لَمَعَ نَجْمُهُ: مەشھۇر بولدى، داڭقى چىقتى، شۆھرەت قازاندى.

لَمْعٌ . لَمَعَانٌ: پارقىراش، چىمىرلىماق، كۆرۈنمەك، چاقنىماق، يانماق، جىلۋىلەنمەك.

لَمَقَ يَلْمُقُ لَمْقًا وَ لُمُوقًا إِلَيْهِ: قارىدى، كۆز يۈگۈرتتى.

لَمَقَ عَيْنَهُ: كۆزىگە ئۇردى، بىر كۆزىنى قۇيۇۋەتتى.

لَمَقَ الشَّيْءَ: ئۆچۈرۈۋەتتى؛ يازدى.

لَمَقَ إِلَيْهِ بِبَصَرِهِ: تىكىلىپ قارىدى.

لَمَقُ الطَّرِيْقِ: يول ئوتتۇرىسى، يول ئۈستى.

أَخَذَ فِي لَمَقِ الطَّرِيْقِ: يولنىڭ ئوتتۇرىسىدا ماڭدى.

لَمَكَ يَلْمُكُ لَمْكًا العَجِيْنَ: خېمىر يۇغۇردى.

لُمْكٌ: سۈرمەل، سۈرمە تېشى.

لَمْلَمَ يُلَمْلِمُ لَمْلَمَةً الشَّخْصُ الْحَجَرَ: تاشنى يۇمىلاق قىلدى.

لَمْلَمَ الشَّخْصُ الشَّيْءَ: يىغدى، توپلىدى.

لَمْلَمَ الْقَثَّ وَالسَّمِيْنَ: سېمىز-ئورۇقنىڭ ھەممىسىنى يىغدى.

لَمْلَمٌ ج لَمَالِمُ: يىغىلغان، كۆپ.

«حَيٌّ شَعْبِيٌّ لَمْلَمٌ»: خەلق كۆپ يىغىلغان مەھەللە.

«جَيْشٌ لَمْلَمٌ»: يىغىلغان كۆپ قوشۇن.

لَمَّ يَلُمُّ لَمًّا الشَّخْصُ الشَّيْءَ: يىغدى، توپلىدى.

«لَمَّ الطَّالِبُ أَدَوَاتِهِ»: ئوقۇغۇچى ماتېرىياللىرىنى يىغىشتۇردى.

«يَلُمُّ شِتَاتَ أَفْكَارِهِ»: چېچىلغان ئوي-پىكىرلىرىنى يىغىدۇ.

لَمَّ اللهُ شَعْثَهُ: ئاللاھ ئۇنىڭ ئىشلىرىنى تۈزەپ ھالىنى ئوڭشىدى.

لَمَّ بِفُلَانٍ: كېلىپ چۈشتى، ئورۇنلاشتى، قوندى.

لُمَّ فُلَانٌ: پالانى سەل ئېلىشىپ قالدى.

لَمٌّ: يىغماق، جۇغلىماق، توپلىماق، جەملىمەك.

لَمُّ الشَّعْثِ: ئىتتىپاقلاشتۇرماق، بىرلەشتۈرمەك، جىپسىلاشتۇرماق، بىرلىك، يىگۇاشتىن قۇرماق.

﴿وَتَأْكُلُونَ التُّرَاثَ أَكْلًا لَمًّا﴾ ‹قرآن›: مىراسنى (ھالال-ھارام دېمەستىن) ھەدەپ يەيسىلەر.

لَمَّمٌ: سارالڭلىق، ئازراق سارالڭلىق؛ خاتالىق، سەۋەنلىك، كىچىك گۇناھ، كىچىك جىنايەت.

لَمَّا: ... غان چاغدا، ... ئىكەن، ... بولۇپ تۇرۇقلۇق، ... غاندىن كېيىن، مادامىكى، تېخى يوق، ھازىرغا قەدەر... يوق، تېخىچىلا يوق، ئەمەس، ... سىز بولۇپ باقمىغان.

لَمَّا تَنْجَحِ الثَّوْرَةُ: ئىنقىلاب تېخى غەلىبە قىلالمىغان.

«لَمَّا يَفْعَلْ كَذَا»: تېخى شۇنداق قىلمىدى.

«لَمَّا يَرْجِعْ أَبِي إِلَى الْمَنْزِلِ»: دادام تېخى ئۆيگە قايتمىدى.

﴿قَالَتِ الأَعْرَابُ آمَنَّا قُلْ لَمْ تُؤْمِنُوا وَلَكِنْ قُولُوا أَسْلَمْنَا وَلَمَّا يَدْخُلِ الإِيْمَانُ فِي قُلُوبِكُمْ﴾ ‹قرآن›: ئەئرابىلار: «ئىمان ئېيتتۇق»، دەيدۇ. (ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «(تېخى) ئىمان ئېيتمىدىڭلار، ۋە لېكىن سىلەر بويسۇندۇق دەڭلار، ئىمان تېخى دىلىڭلارغا كىرمىدى».

لِمَّا: سىكاتى بىلىقى، سىنگراي، كىپىنەك بېلىق.

لَمَّازٌ ج لَمَّازُونَ: ئەيىبلىگۈچى، يوق يەردىن پۇتاق چىقارغۇچى، پىتنىخور.

لَمَّاعٌ: پارقىراق، يالتىراق، پارقىن، نۇرلۇق، شانلىق، رەڭلىك.

لَمَّاعَةٌ: بۈركۈت.

لَمَّةٌ ج لَمَّاتٌ: قىيىنچىلىق، بالايىئاپەت، زامان، ھىممەت، ئىرادە؛ كىشىلەر توپى، توپلانغان نەرسە.

لَمَّةٌ مِنَ الْجُنُوْنِ: سارالڭلىق، يەڭگىل سارالڭلىق.

كَانَتْ بِدَارِهِ لَمَّةٌ بِمُنَاسَبَةِ زِفَافِ إِبْنَتِهِ: ئۇنىڭ قىزىنىڭ توي مۇناسىۋىتى بىلەن قورۇسىغا جامائەت يىغىلغان.

أَصَابَتْهُ مِنَ الْجِنِّ لَمَّةٌ: ئۇنىڭغا جىن چاپلىشىپ قاپتۇ.

لَمَّةٌ ج لِمَامٌ: ئانــدا ـ ســاندا، بەزىــدە، ئــارىلاپ ـ ئارىلاپ، گاهى ـ گاهى.

هُوَ يَزُورُنَا لِمَامًا: ئــۇ بىزنــى ئانــدا ـ ســاندا يــوقلاپ تۇرىدۇ.

لُمَّةٌ: سەپەردىكى ھەمراھ، شېرىك.

لا تُسَافِرُوا حَتَّى تُصِيبُوا لُمَّةً: ھەمــراھ تــاپمىغۇچە سەپەر قىلماڭلار.

لِمَّةٌ ج لِمَمٌ: چېكە چاچ، ياگاق چاچ.

لَمَّجَ يُلَمِّجُ تَلْمِيجًا ـــ هُ: يېچــنە يېگــۈزدى، ئــازراق نەرسە يېگۈزدى.

«مَالَمَّجُوا ضَيْفَهُمْ بِشَيْءٍ»: ئــۇلار مېھمىنىغــا بىــرەر نەرسە يېگۈزمىدى.

«لَمَّجَ الْمُدِيرُ التَّلَامِيذَ خُبْزًا وَ زُبْدَةً وَ جُبْنًا»: مــۇدىر ئوقۇغۇچىلارغــا نــان، ســارماي، پــىشلاق (ئىرىمچىك) يېگۈزدى.

لَمَّحَ يُلَمِّحُ تَلْمِيحًا: ئىــشارەت قىلــدى، كۆرســەتتى، پۇراتتى، دارىتتى.

«لَمَّحَ إِلَى الْمَوَدَّةِ الْقَائِمَةِ بَيْنَهُمَا»: ئــۇ ئىككىــيلەن ئوتتۇرىدىكى دوستلۇقنى پۇرىتىپ ئۆتتى.

لَمَّظَ يُلَمِّظُ تَلْمِيظًا ـــ هُ الطَّعَامَ: ئۇنىڭغــا تائــامنى تېتىتتى.

لَمَّعَ يُلَمِّعُ تَلْمِيعًا: پارقىراتتى، چاقناتتى، يورۇتتى، كۆرســەتتى، گــۇل باســتى، بويىــدى، رەڭ بەردى، سىرلىدى.

«لَمَّعَ حِذَاءَهُ»: ئايىغىنى پارقىراتتى.

لَمَّعَ الصَّبَّاغُ النَّسِيجَ: بوياقچى رەختكە گۈل باستى.

لَمُوصٌ: يالغــانچى، ســاختىپەز، ئالــدامچى، غەيۋەتخور.

لَمِيَ يَلْمَى لَمًى: لېۋى بۇغداي ئۆڭلۈك بولدى.

«شَفَةٌ لَمْيَاءُ»: بۇغداي ئۆڭلۈك لەۋ.

لَنْ: ئىنكــار قوشۇمچىســى، ئــۇ ھــازىرقى زامــان پېئىللىنىڭ ئالدىغا قوشۇلۇپ ھازىرقى زامان پېئىلىنى فەتھىلىك قىلىدۇ.

«لَنْ أَكْذِبَ»: ھەرگىز يالغانچىلىق قىلمايمەن.

لَهَا يَلْهُو لَهْوًا: ئوينىــدى، تاماشــا قىلــدى، كۆڭــۈل ئاچتى، ئىچ پۇشۇقىنى چىقاردى؛ بېرىلىدى، ياخشى كۆردى، قىزىقتى.

«لَهَا الطِّفْلُ بِالْكُرَةِ»: بالا توپ ئوينىدى.

«تَلْهُو الْبِنْتُ بِالدُّمْيَةِ»: قىز قونچاق ئويناپدۇ.

«لَهَتْ إِلَى كَلَامِ حَبِيبِهَا»: ئــۇ ســۆيگىنىنىڭ گېپىگە قىزىقتى.

لَهَا يَلْهُو لُهِيًّا: غەپلەتتە قالدى.

«لَهَا عَنْ ذِكْرِ اللهِ»: ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن غەپلەتتە قالدى.

لَهَا يَلْهُو لُهِيًّا وَلِهْيَانًا عَنِ الشَّيْءِ: ئۇنىتــۇپ قالــدى، يادىــدىن كۆتۈرۈلــدى، ئېســىدىن چىقىــپ كەتتى، ئەستىن كۆتۈرۈلدى.

لُهَابٌ: يالقۇن.

لَهَاةٌ ج لَهَوَاتٌ وَ لَهَيَاتٌ وَ لَهًا: كىچىك تىل.

لُهَاثٌ: تەشنالىق، چاڭقاش، سەكرات.

هُوَ يُقَاسِي لُهَاثَ الْمَوْتِ: ئــۇ سەكراتلىق ھــالەتنى ئۆتكۈزۈۋاتىدۇ.

لَهِبَ يَلْهَبُ لَهَبًا وَلَهِيبًا ـــ تِ النَّارُ: ئوت يالقۇنلىدى.

لَهِبَ الشَّخْصُ: ئۇسسىدى.

«يَلْهَبُ مِنْ شِدَّةِ الْحَرِّ»: ئــۇ بەك ئىســسىق بولغانلىقتىن ئۇسسايدۇ.

لَهَبٌ: يالقۇن، ئوت.

لَهَبٌ . لَهِيبٌ . لُهَابٌ: يالقۇن.

أبو لَهَبٍ: قىزىل تۇرنا.

قَاذِفَاتُ اللَّهَبِ: ئوت چاچار قورال، ئوت پۈركۈش قورالى.

لَهْبَان م لَهْبَى ج لِهَاب: ئۇسسۇز، ئۇسساپ قالغان، چاڭقاپ قالغان.

لَهَثَ يَلْهَثُ لَهْثًا وَلُهَاثًا الْكَلْبُ: ئىت تىلىنى چىقىرىپ

هاسىرىدى.

﴿كَمَثَلِ الكَلْبِ إنْ تَحْمِلْ عَلَيْهِ يَلْهَثْ أَوْ تَتْرُكْهُ يَلْهَثْ﴾ «قۇرئان»: ئۇ گويا بىر ئىتقا ئوخشايدۇكى، ئۇنى قوغلىۋەتسەڭمۇ تىلىنى چىقىرىپ هاسىرايدۇ، قوغلىۋەتمىسەڭمۇ تىلىنى چىقىرىپ هاسىرايدۇ.

لَهِثَ يَلْهَثُ لَهْثًا وَلُهَاثًا وَلَهَثَانًا الْكَلْبُ: ئىت هاسىرىدى.

لَهِثَ الشَّخْصُ: هېرىپ چارچىدى.

يَلْهَثُ وَرَاءَ الثَّرْوَةِ: بايلىق ئارقىسىدىن چاپىدۇ.

لَهْثَانٌ م لَهْثَى: هاسىرىغۇچى، هۆمىدىگۈچى، دىمى سىقىلغۇچى، ئۇسسۇز، چاڭقاپ كەتكەن.

لَهِجَ يَلْهَجُ لَهَجًا الشَّخْصُ: خۇمار بولدى، ياخشى كۆردى، مەستانە بولدى، مەپتۇن بولدى، ئاشىق بولدى، شەيدا بولدى، ئادەتلەندى، كۆندى، قىزىقتى، هەۋەس قىلدى، سۆيدى.

«يَلْهَجُ بِفَضْلِ أُسْتَاذِهِ»: ئۇ ئۇستازىنىڭ پەزىلىتىگە خۇشتار.

لَهِجَ الْفَصِيلُ بِضَرْعِ أُمِّهِ: ئەمچەكتىن ئاجرىتىۋېتىلگەن بالا ئانىسىنى ئېمىشكە ئادەتلىنىپ كەتكەن.

لَهِجٌ: بىرەر نەرسىگە بېرىلگەن، ئادەتلىنىپ قالغان.

«لَهِجٌ بِذِكْرِ أَفْضَالِهِ»: ئۇنىڭ ياخشىلىقلىرىنى تىلغا ئېلىشقا خۇشتار.

لَهْجَةٌ ج لَهَجَاتٌ: تىل ئۇچى؛ شېۋە، دىئالېكت، يەرلىك تىل، يەرلىك سۆز؛ ئانا تىل؛ ئىنتوناتسىيە، ئاهاڭ، ئاۋۇش، تەلەپپۇز.

فُلاَنٌ فَصِيحُ اللَّهْجَةِ: پالانىنىڭ تىلى ئۆتكۈر.

كَانَ شَدِيدَ اللَّهْجَةِ فِي جَوَابِهِ: قاتتىق جاۋاب بەردى.

لَهْجَةٌ بَدَوِيَّةٌ: قىر شېۋىسى.

لَهْجَةٌ مَغْرَبِيَّةٌ: ماراكەش شېۋىسى.

لَهْدَهُ يَلْهَدُ لَهْدًا الحِمْلُ: يۈك ئۇنى هارغۇزۇۋەتتى، يۈكى ئېغىرلىشىپ كەتتى.

لَهْذَمٌ ج لَهَاذِمُ وَلَهَاذِمَةٌ: ئۆتكۈر، تېز، كەسكىن، جىددىي.

لَهَزَ يَلْهَزُ لَهْزًا: ئىتتەردى، مۇشتلىدى، تەستەكلىدى.

لُهْسُمٌ ج لَهَاسِمُ: تاغ جىلغىسىدىكى تار ئېقىن.

لَهَطَ يَلْهَطُ لَهْطًا: كاچاتلىدى، تەستەكلىدى.

لَهِفَ يَلْهَفُ لَهَفًا: قايغۇردى، هەسرەت چەكتى، ئۆكۈندى، ئاه ئۇردى.

«لَهِفَ عَلَى فِرَاقِ حَبِيبَتِهِ»: ياردىن ئايرىلغىنىغا هەسرەت چەكتى.

لَهْفَانٌ م لَهْفَى ج لَهَافَى وَ لُهُفٌ: هەسرەت چەككەن، قايغۇرغان، غەمكىن، ئېچىنغان.

لَهْفٌ وَ لَهْفَةٌ: هەسرەت، قايغۇ-ئەلەم، ئاه ئۇرماق، هەسرەت چەكمەك، ئېچىنماق، ئۇه تارتماق.

يَا لَهْفُ فُلاَنٍ / يَا لَهْفَاهُ: پالانىغا ئىسىت، ۋاي ئىسىت.

بِلَهْفَةٍ: ئىنتىزارلىق بىلەن، تەشنالىق بىلەن، ئارزۇ قىلىپ، سەممىي رەۋىشتە، پۈتۈن قەلبىدىن، چىن كۆڭلىدىن.

إنْتَظَرَهُ بِلَهْفَةٍ: ئۇنى تاقەتسىزلىك بىلەن كۈتتى.

لَهَقَ يَلْهَقُ لَهْقًا وَلَهِقَ يَلْهَقُ لَهَقًا الشَّيْءُ: نەرسە ئاپئاق بولۇپ كەتتى.

لَهَقٌ ج لَهَقَاتٌ وَلِهَاقٌ . لَهِقٌ ج لِهَاقٌ: ئاق كالا.

لَهِمَ يَلْهَمُ لَهْمًا وَلَهَمًا: يۇتتى، يۇتۇۋەتتى، پۈتۈنلەي يۇتتى، بىردىنلا يۇتۇۋەتتى.

لَهِمٌ: ئاچ كۆز، تويماس.

«مَارَأَيْتُ لَهِمًا مِثْلَهُ»: ئۇنىڭدەك قارنى يامانىنى كۆرمىدىم.

لُهْنَةٌ: سوۋغات، هەدىيە.

لَهَّبَ يُلَهِّبُ تَلْهِيبًا النَّارَ: ئوتنى يالقۇنجاتتى.

لَهَّبَ الْقَوْمَ: كىشىلەرنى قوزغىدى.

«لَهَّبَ الزَّعِيمُ أَنْصَارَهُ لِلتَّظَاهُرِ»: داھىي تەرەپدارلىرىنى نامايىشقا قوزغىدى.

لَهَّى يُلَهِّي تَلْهِيَةً ـــهُ بِكَذَا: تەسەللى بەردى، دىققىتىنى بۇرىدى، يوپۇتتى.

«لَهَّى الصَّبِيَّ بِلُعْبَةٍ»: ئويۇنچۇق بىلەن بالىنىڭ دىققىتىنى بۇرىدى.

لَهَّى فُلَانًا عَنْ كَذَا: توسقۇنلۇق قىلدى، دەخلى قىلدى، كاشىلا قىلدى، ۋاقتىنى ئالدى.

«لَهَاهُ التِّلْفَازُ عَنْ مُرَاجَعَةِ دُرُوسِهِ»: تېلېۋىزور ئۇنىڭ دەرس تەكرارلاش ۋاقتىنى ئالدى.

لَهْوٌ: ئويۇن، تاماشا، كۆڭۈل ئېچىش.

دُوْرُ اللَّهْوِ: ئويۇنخانىلار، كۆڭۈل ئېچىش سورۇنلىرى.

لَهْوَجَ يُلَهْوِجُ لَهْوَجَةً: ئۇزە قىلىپ قويدى، پۇختا قىلمىدى.

لَهْوَقَ يُلَهْوِقُ لَهْوَقَةً: ماختاندى، لاپ ئۇردى، پو ئاتتى.

لَهْوَقٌ: پوچى، ماختانچاق.

لَهُوْمٌ: قارنى يامان، ئاچ كۆز.

لَهِيَ يَلْهَى لَهًا بِكَذَا: ھەۋەس قىلدى، خۇشتار بولدى، قىزىقتى، ئامراق بولدى، ياخشى كۆردى، تەشنا بولدى، بېرىلدى.

«لَهِيَتِ الْبِنْتُ بِعَرُوسَتِهَا»: قىز قونچىقىغا خۇشتار بولدى.

لَهِيبٌ: يالقۇن.

لَهِيبُ الذِّكْرَى: قاتتىق سېغىنىش.

رَامِيَةُ اللَّهِيبِ: ئوت چاچار قورال.

لَهِيفٌ: ھەسرەت چەككەن، قايغۇرغان، غەمكىن.

لَوْ: ئەگەر، ئەگەردە، ناۋادا، مۇبادا، ئەگەر ... بولسىدى، ئۇ ھالدا ...، تەقدىردە.

«اِتَّقُوا النَّارَ وَلَوْ بِشِقِّ تَمْرَةٍ» ‹حديث›: يېرىم خورما چاغلىق نەرسە بىلەن بولسىمۇ، دوزاختىن ساقلىنىڭلار.

كَمَا لَوْ أَنَّ: خۇددى، گويا، دەك، تەك، بەئەينى، گويا ... دەك.

وَإِنِّي لَأَذْكُرُ ذَالِكَ الْيَوْمَ كَمَا لَوْ أَنَّهُ حَدَثَ أَمْسِ: مەن ئۇ كۈنى بولغان ئىشنى گويا تۈنۈگۈن يۈز بەرگەندەكلا خىيال قىلىۋاتىمەن.

لَوْ لَمْ: ئەگەر ... مىغان بولسا ئىدى، بولمىسا، ئۇنداق بولمىسا، باشقىچە بولغاندا، ئەكس ھالدا، ياكى بولمىسا.

لَوْ لَمْ تَزُورْنِي غَدًا أُكْرِمُكَ: ئەگەر سەن ئەتە مېنى يوقلاپ كەلسەڭ، مەن سېنى ئوبدان كۈتۈۋالىمەن.

لَوْ لَمْ كَانَ ... لَكَانَ: ناۋادا ... غان بولسا، ئۇ ھالدا ... بولاتتى.

لَوْ كُنْتُ مِنْ رُوَّادِ الْفَضَاءِ لَنَزَلْتُ عَلَى سَطْحِ الْقَمَرِ: مەن ئالەم ئۇچقۇچىسى بولغان بولسام، ئەلۋەتتە ئايغا قونغان بولاتتىم.

لَوْ كَانَ غَنِيًّا لَبَنَى مَسْجِدًا: ئۇ باي بولغان تەقدىردە، ئەلۋەتتە مەسچىت سالاتتى.

لَوْ تَأْتِينِي فَتُحَدِّثَنِي: كېلىدىغان بولساڭ، ئۇ ھالدا ماڭا سۆزلەپ بەرسەڭ.

لَوْلَا: بولمىسا، ئۇنداق بولمىسا، باشقىچە بولغاندا، ئەكس ھالدا.

«لَوْلَا زَيْدٌ لَأَكْرَمْتُكَ»: زەيد بولمىسا، ئەلۋەتتە سىزنى كۈتۈۋالاتتىم.

﴿وَلَوْلَا نِعْمَةُ رَبِّي لَكُنْتُ مِنَ الْمُحْضَرِينَ﴾ ‹قرآن›: ئەگەر پەرۋەردىگارىمنىڭ (مېنى ئىمانىمدا مۇستەھكەم قىلىشتىن ئىبارەت) مەرھەمىتى بولمىغان بولسا، ئەلۋەتتە مەن (سەن بىلەن بىللە دوزاخقا) ھازىر قىلىنغانلاردىن بولاتتىم.

لَوْلَا: كايىش ئۇچۇن كېلىدۇ.

﴿لَوْلَا جَاءُوا عَلَيْهِ بِأَرْبَعَةِ شُهَدَاءَ﴾ ‹قرآن›: ئۇلار

نېمشقا تۆت نەپەر گۇۋاھچىنى كەلتۈرمىدى؟

لَوْلَا: قىزىقتۇرۇش ئۈچۈن كېلىدۇ.

﴿لَـوْلَا تَـسْتَغْفِرُونَ اللهَ ـ لَعَلَّكُـمْ تُرْحَمُـونَ﴾ ‹قـرآن›: سىلەر رەھمەتكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن نېمشقا ئاللاھدىن مەغپىرەت تەلەپ قىلمايسىلەر؟

لَوْمَا: «لَوْلَا» ئورنىدىكى سۆز.

﴿لَوْمَا تَأْتِينَا بِالْمَلَائِكَةِ﴾: ‹قرآن›: (پەيغەمبەرلىككە گۇۋاھلىـــق بېرىـــدىغان) پەرىـــشتىلەرنى ئالدىمىزغا ئېلىپ كەلسەڭچۇ؟

لِوَاء ج أَلْوِيَة: بايراق.

«لِـوَاءُ جَامِعَـةِ الـدُّوَلِ العَرَبِيَّـةِ»: ئەرەب دۆلەتلىـــرى ئىتتىپاقى بايرىقى.

أَمِيرُ اللِّوَاءِ: لىۋىجالاڭ، برىگادىر، سەركەردە.

نَشْرُ أَلْوِيَةِ الْعُلُومِ: پەننى ئومۇملاشتۇرماق.

لِوَاءُ الْمُدَرَّعَاتِ: برونېۋىك قىسىم برىگادىرى.

لِوَاذٌ: باشپاناھ ئىزدىمەك، پاناھلانماق، قاچماق، ئۆزىنى قاچۇرماق، غىپپىدە تىكىۋەتمەك.

﴿قَدْ يَعْلَمُ اللهُ الَّذِينَ يَتَسَلَّلُونَ مِنْكُمْ لِوَاذًا﴾ ‹قرآن›: ســـىلەردىن (پەيغەمبەرنىـــڭ ســـۆھبىتىدىن) ئاســـتا ســـوغۇرۇلۇپ غىپپىـــدە چىقىـــپ كەتكەنلەرنى ئاللاھ ئەلۋەتتە بىلىدۇ.

لِوَاطٌ . لِوَاطَةٌ: بەچچىۋازلىق.

لُوبَةٌ: لاۋا.

لَـوِثَ يَلْـوَثُ لَوَثًـا فِي لأَمْـرِ: كېچىكتـــى، ئارقىغـــا سۆرىدى، دەخلى يەتكۈزدى.

لَوِثَ الشَّخْصُ: ئەخـمەق بولـدى، سـاراڭ بولـۇپ قالدى.

لَوْثَةٌ: داغ، كىر، مەينەتچىلىك، پاسكىنىچىلىق.

لُوثَةٌ: بوشاڭ، تىلىنىڭ ئېغىرلىقى، ساراڭلىق.

رَجُلٌ ذُو لُوثَةٍ: بوشاڭ ئادەم.

بِفُلَانٍ لُوثَةٌ: پالانى ساراڭ بولۇپ قاپتۇ.

لَوْحٌ ج أَلْوَاحٌ: تاختـا، تاختـاي، لوزونكـا، پلاكـات؛ فوتو پلاستىنكا.

لَوْحٌ حَدِيدٌ: تاختا تۆمۈر.

«وَكَتَبْنَا لَهُ فِي الأَلْوَاحِ مِنْ كُلِّ شَيْءٍ مَوْعِظَةً» ‹قرآن›: بىـــز ئۇنىـــڭ ئۈچـــۈن (تەۋرات) تاختىلىرىغـــا (ئىـــسرائىل ئەۋلادى دىنىـــدا موھتـــاج بولغـــان) ۋەز ـ نەســـىھەت، (دىنىـــي) ئەھكاملارنىـــڭ ھەممىسىنى تەپسىلىي يازدۇق.

لَوْحٌ . لَوْحَةٌ: تاختا ۋىۋىسكا، بېغىشلىما (تاختايغا ياكى يىپەك رەختكە يېزىلغان).

لَوْحَةٌ ج لَوْحَاتٌ: كىچىك تاختاي؛ ئىشىك نومۇرى، تاغاق، تارغاق سۆڭىكى، ئاتموسفېرا.

لَوْحَةُ الإِسْمِ (عَلَى البَابِ): ئىشىك نومۇرى.

لَوْحَةُ الْكِتَابَةِ . اللَّوْحَةُ الأَسْوَدُ: قارا تاختاي، دوسكا.

لَوْحَةُ أَلْوَانِ التَّصْوِيرِ: بالترا.

لَوْحَةٌ مَائِيَّةٌ: سۇ بوياق رەسىم.

لَوْحَةُ السِّينَمَا: كىنو ئېكرانى.

لَوْحَةٌ زَيْتِيَّةٌ: ماي بوياق رەسىم.

لَوْحَةٌ غَرَامِيَّةٌ: ئىشق ـ مۇھەببەت كۆرۈنۈشى.

لَوْحَةُ الشَّطْرَنْجِ: شاھمات تاختىسى.

لَوْحَةُ رَقْمِ السَّيَّارَةِ: ماشىنا نومۇرى تاختىسى.

لَوْحَةٌ تَذْكَارِيَّةٌ: خاتىرە تاختىسى.

لَـوْذٌ: باشـــپاناھ ئىـــزدىمەك، پانـــاھ تاپمـــاق، پاناھلانماق، قاچماق، ئۆزىنى دالدىغا ئالماق، ئۆزىنى قاچۇرماق، غىپپىدە چىقىپ كەتمەك، غىپپىدە تىكىۋەتمەك.

لَوْذَعٌ . لَـوْذَعِيٌّ: زېـــرەك، ئەقىللىـــق، چـــېچەن، سۆزمەن، ناتىق، سۆزگە ئۇستا، تىلى راۋان.

خَطِيبٌ لَوْذَعِيٌّ: سۆزمەن، ناتىق.

لَوْذَعِيَّةٌ: زېرەكلىك، ھوشيارلىق، ئۆتكۈرلۈك.

فَتَاةٌ لَوْذَعِيَّةٌ: زېرەك قىز.

لَوْزٌ: بادام.

لَوْزُ الْقُطْنِ: غوزا، غوزەك.

دَوْرَةُ اللَّوْزِ: كېۋەز.

شَجَرَةُ اللَّوْزِ: بادام دەرىخى، بادام.

لَوْزَةٌ ج لَوَزَاتٌ: بادام، بىر دانە بادام.

لَوْزَةُ الْحَلْقِ: بادامبەز، بادام تەنچە.

اللَّوْزَتَانِ: بادامبەز، بادام تەنچە.

إِلْتِهَابُ اللَّوْزَتَيْنِ الْبَسِيطِ: بادامبەز ياللۇغى.

إِلْتِهَابُ اللَّوْزَتَيْنِ التَّقَيُّحِي: يىرىڭلىق بادامبەز ياللۇغى.

لَوْزِيٌّ: بادامسىمان، بادامدەك.

عَيْنٌ لَوْزِيَّةٌ: بادام كۆز.

لَوِصَ: ئوغرىلىقچە قارىماق، مارىماق.

لَوْصَةٌ: تىت-تىت بولماق، بىئارام بولماق.

لَوْعَةٌ ج لَوْعَاتٌ: كۆيۈك دەردى، بىئاراملىق، دەرد-ئەلەم، ئەمچەك تۆپىسىدىكى قارا داغ.

فِي قَلْبِهَا لَوْعَةٌ: ئۇنىڭ يۈرىكىدە دەردى بار.

لُوفٌ: ئاغىچە، بەدرەڭ، ئاغىچە مېۋىسى.

لَوَكَ: چاينىماق.

لَوْلَبٌ ج لَوَالِبُ: پىرقىرىغۇچ؛ بۇرما مىخ، ۋىنتا، بۇرما سىزىق؛ پۇرژىنا.

لَوْلَبٌ مَطَّاطٌ: قىل سىم، ئۇمۇچۇك تورى.

لَوْلَبِيَّةٌ: بۇرما شەكىللىك.

سُلَّمٌ لَوْلَبِيٌّ: بۇرما شەكىللىك شوتا.

لَوْلَبِيٌّ: بۇرما شەكىللىك.

حَرَكَةٌ لَوْلَبِيَّةٌ: بۇرما شەكىللىك ھەرىكەت.

لَوْمٌ . لَوْمَةٌ: كايىش، ئەيىبلەش، مالامەت، مالامەت قىلىش.

لَوْمُ الْأُمِّ لِإِبْنَتِهَا: ئانىنىڭ قىزىنى مالامەت قىلىشى.

﴿وَلَا يَخَافُونَ لَوْمَةَ لَائِمٍ﴾ «قۇرئان»: ۋە مالامەت قىلغۇچىنىڭ مالامىتىدىن قورقمايدىغان.

لُوَمَةٌ: مالامەت قىلغۇچى، ئەيىبلىگۈچى.

لَوْنٌ ج أَلْوَانٌ: رەڭ، تۈر، خىل؛ شەكىل.

«لَوْنٌ أَحْمَرُ»: قىزىل رەڭ.

«أَلْوَانٌ قَاتِمَةٌ»: قاپقارا رەڭلەر.

«تَنَاوَلَ أَلْوَانًا مِنَ الطَّعَامِ»: خىلمۇخىل تاماقلارنى يېدى.

«أَتَى بِأَلْوَانٍ مِنَ الْحَدِيثِ»: نەچچە تۈرلۈك گەپ قىلدى.

«قَاسَتْ أَلْوَانَ الْعَذَابِ»: تۈرلۈك ئازاب تارتتى، تۈرلۈك ئازاب چەكتى.

لَوْنُ بِشْرَةِ الْإِنْسَانِ: ئادەم تېرىسىنىڭ رەڭگى.

لَوْنٌ: بوياق، بوياق ماددىسى، بوياق ماتېرىيالى.

لَوْنٌ فَاتِحٌ: ئوچۇق رەڭ، سۇس رەڭ.

لَوْنٌ زَاهٍ: چىرايلىق رەڭ، پۇزۇر، پار-پۇر، قىنىق رەڭ.

لَوْنٌ قَاتِمٌ: تۇتۇق رەڭ، غۇۋا رەڭ.

بِلَا لَوْنٍ، لَا لَوْنَ لَهُ: رەڭسىز.

قَائِمَةُ أَلْوَانِ الطَّعَامِ: تاماق تىزىملىكى.

لَوْنِيٌّ: رەڭلىك، رەڭنىڭ.

لَوَّاءٌ: سېرىق قوشقاچ.

لَوَّاشَةٌ: يۆگەن، تىزگىن.

لَوَّامٌ م لَوَّامَةٌ: ئەيىبلىگۈچى، سۆككۈچى، كايىغۇچى، مالامەت قىلغۇچى، تاپا-تەنە قىلغۇچى.

النَّفْسُ اللَّوَّامَةُ: ئۆزىنى مالامەت قىلغۇچى نەپس.

﴿وَلَا أُقْسِمُ بِالنَّفْسِ اللَّوَّامَةِ﴾ «قۇرئان»: ئۆزىنى مالامەت قىلغۇچى نەپس بىلەن قەسەمكى،

لَوَّثَ يُلَوِّثُ تَلْوِيثًا: بۇلغىدى، پاسكىنا قىلدى.

لَوَّثَ الثِّيَابَ: كىيىملەرنى پاسكىنا قىلدى.

«لَوَّثَتْ رِدَاءَهَا بِالطِّينِ»: ردائسىنى لاي بىلەن بۇلغىدى.

لَوَّثَ الْمَاءَ: سۇنى پاسكىنا قىلدى.

لَوَّثَ الْبِيئَةَ: مۇھىتنى بۇلغىدى.

لَوَّثَ الشَّارِعَ بِالْأَوْسَاخِ: كوچىنى پاسكىنا قىلىۋەتتى.

«تُلَوِّثُ الْحَافِلَاتُ الْجَوَّ بِالْغَازِ الْمَحْرُوقِ»: ئاپتوبۇسلار

گاز چىقىرىپ ھاۋانى بۇلغىۋېتىدۇ.

لَوَّحَ يُلَوِّحُ تَلْوِيحًا الشَّخصُ بِالثَّوْبِ وَغَيْرِه: كىيىم ۋە باشقىلارنى يىراقتىن پۇلاڭلاتتى.

«لَوَّحَ إِلَى سَائِقِ السَّيَّارَةِ لِيَرْكَبَهُ»: ماشىنىغا چىقىرىۋېلىش ئۈچۈن شوپۇرغا قول پۇلاڭلاتتى.

«يُلَوِّحُ الْمُتَظَاهِرُون بِأَيْدِيهِمْ»: نامايىشچىلار قوللىرىنى پۇلاڭلىتىدۇ.

لَوَّحَ الشَّخْصُ بِالشَّيْءِ فِي كَلَامِهِ: كىشى ئۆز سۆزىدە بىرنەرسىنى پۇرىتىپ ئۆتتى.

«لَوَّحَ بِقَرَابَتِهِ مِنَ الرَّئِيسِ»: ئۆزىنىڭ رەئىسكە تۇغقان ئىكەنلىكىنى كۆرسەتتى.

لَوَّزَ يُلَوِّزُ تَلْوِيزًا القُطْنَ: كېۋەز غوزا چىقاردى.

لَوَّعَهُ يُلَوِّعُ تَلْوِيعًا الْحُبّ: سۆيگۈ ئۇنى كېسەل قىلدى، ئازابلىدى.

«لَوَّعَهُ فِرَاقُ حَبِيبَتِهِ»: يارىدىن ئايرىلىش ئۇنى ئازابلىدى.

لَوَّقَ يُلَوِّقُ تَلْوِيقًا الشَّيْءَ: يۇمشاتتى.

لَوَّقَ الطَّعَامَ بِالزُّبْدَةِ: سېرىقماي بىلەن تاماق ئەتتى، قايماق بىلەن تاماق ئەتتى.

لَوَّمَ يُلَوِّمُ تَلْوِيمًا: كايىدى، ئاگاھلاندۇردى، ئەيىبلىدى، مالامەت قىلدى.

لَوَّنَ يُلَوِّنُ تَلْوِينًا الشَّيْءَ: بويىدى، رەڭلىك قىلدى، رەڭ بەردى.

«لَوَّنَ الصُّورَةَ»: سۈرەتنى رەڭلىك قىلدى.

«لَوَّنَتِ القُمَاش»: رەختنى بويىدى.

لَوَّي يُلَوِّي تَلْوِيَةً الأَمْرَ: ئىشنى قىيىنلاشتۇردى، چىگىچلەشتۈردى.

لَوَّي أَعْنَاقَ الرِّجَالِ فِي الْجِدَالِ: مۇنازىرىدە ئادەملەر ئۈستىدىن غەلىبە قازاندى.

لَوَى يَلْوِي لَوْيًا ولَيًّا الشَّخْصُ الْحَبْلَ: ئارقان ئەشتى.

لَوَى الشَّخْصُ عَنِ الأَمْرِ: ئارقىغا سوزدى، كېچىكتۈردى، كەينىگە سۈرىدى.

«مَرَّ لَا يَلْوِي عَلَى أَحَدٍ»: ھېچكىمنى كۈتمەي توختىماي ئۆتۈپ كەتتى.

لَوِيَ يَلْوَى لَوًى: ئىگىلدى، ئېغىپ كەتتى، ئەگرى بولدى.

لَوِيَ الْمِعدَةُ: ئاشقازان ئاغرىدى.

لَوِيَتِ الْحَيَّةُ: يىلان چەمبىرەك ئۆردى.

لَوَى يَلْوِي لَيًّا وَلَوْيًا الْحَبْلَ: ئارغامچا ئەشتى.

لَوَى يَدَهُ: قولىنى ئەگدى.

لَوَى بِدَيْنِهِ: قەرزنى كېچىكتۈردى.

لُوَيْنٌ: ئاچ رەڭ، سۇس رەڭ.

لُوِيٌّ: قۇرۇق ئوت-چۆپ.

لِيَاءٌ: دېڭىز-ئوكيانلاردىن ئەڭ يىراق قۇرۇقلۇق.

لِيَاطٌ: ھاك.

لِيَاقَةٌ: ماس كېلىمەك، ئۇيغۇن كېلىمەك، لاياقەت، چەبدەسلىك، زېرەكلىك، پاراسەتلىك، ئۆتكۈرلۈك.

«هَذَا سُلوكٌ مُخِلٌّ بِاللِّيَاقَةِ»: بۇ لاياقەتكە دەز كەتكۈزىدىغان ھەرىكەت.

«لَاعِبُ الْكُرَةِ ذُو لِيَاقَةٍ بَدَنِيَّةٍ»: توپ ئويۇنچىسى جىسمانىي لاياقەتكە ئىگە.

لَيْتَ: شۇنداق بولغان بولسا، كاشكى، نەقەدەر ياخشى بولاتتى، نېمىدېگەن ياخشى بولاتتى، قانچىلىك ياخشى بولاتتى.

لَيْتَ العَلِيلَ صَحِيحٌ: كېسەل ساقىيىپ كەتكەن بولسىچۇ! كېسەل ساقىيىپ كەتكەن بولسا، نېمىدېگەن ياخشى بولاتتى-ھە!

«لَيْتَ الشَّبَابَ يَعُودُ يَوْمًا»: ياشلىق قايتىلانسا، نەقەدەر ياخشى بولاتتى-ھە!

لَيْتَكَ تَقْدِرُ أَنْ تَذْهَبَ: قايتىپ كېتەلىگەن بولسىڭىز قانچىلىك ياخشى بولاتتى-ھە!

لَيْتَ شِعْرِي: كاشكى بىلسەمچۇ؟

لَيْثٌ ج لُيُوثٌ: شىر.

لِيرَةٌ ج لِيرَاتٌ: لىرا.

لَيِسَ يَلْيَسُ لَيَسًا الرَّجُلُ: باتۇر بولدى، قەھرىمان بولدى، شجائەتلىك بولدى.

لَيْسَ: ئەمەس، يوق، سىز.

«لَيْسَ زَيْدٌ قَائِمًا»: زەيد ئۆرە ئەمەس.

«لَيْسَ اللهُ بِظَالِمٍ»: ئاللاھ زالىم ئەمەس.

لَيْسَ إِلَّا: پەقەت.

«أَقُولُ هَذَا لَيْسَ إِلَّا»: پەقەت بۇنىلا دەيمەن.

﴿أَلَيْسَ اللهُ بِأَحْكَمِ الحَاكِمِينَ﴾ «قرآن»: ئاللاھ ئەڭ ئادىل ھۆكۈم قىلغۇچى ئەمەسمۇ؟

لَيْسَ الاِتِّحَادُ إِلَّا القُوَّةُ: ئىتتىپاقلىق-كۈچ.

لِيسَانْسُ: باكالاۋرلىق ئۇنۋان.

لِيسَانْسُ فِي الآدَابِ العَرَبِيَّةِ: ئەرەب ئەدەبىياتى باكالاۋرلىق ئۇنۋانى.

مُتَحَصِّلٌ عَلَى لِيسَانْسٍ فِي الحُقُوقِ: قانۇندا باكالاۋرلىق ئۇنۋانىغا ئېرىشتى.

لِيطٌ: تەبىئىي خۇسۇسىيەت، تەبىئەت، ماھىيەت، مىجەز، خاراكتېر.

لِيفٌ ج أَلْيَافٌ: ئۆسۈملۈك تالاسى.

لِيفُ النَّخْلِ: خورما تالاسى.

لِيفٌ هِنْدِيٌّ: سېرىق كەندىر.

«كَانَ فِرَاشُ رَسُولِ اللهِ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مِنْ أَدَمٍ حَشْوُهُ لِيفٌ»: رەسۇلۇللاھنىڭ تۆشىكى ئىچىگە خورما دەرىخىنىڭ قوۋزاقلىرى تىقىلغان ئەيلەنگەن تېرە ئىدى.

أَلْيَافٌ صِنَاعِيَّةٌ: سۈنئىي تالالار.

لِيفَةٌ ج لِيفَاتٌ: تالا.

لِيفِيٌّ . لِيفَائِيٌّ: تالالىق.

النَّبَاتَاتُ اللِّيفِيَّةُ: تالالىق ئۆسۈملۈكلەر.

أَنْسِجَةٌ لِيفِيَّةٌ: تالالىق توقۇلمىلار.

لَيِّقٌ: ماس كەلمەك، ئۇيغۇن كەلمەك.

لَيْلٌ ج لَيَالٍ: كېچە، تۈن.

«حَارِسٌ بِاللَّيْلِ»: كېچە كۆزەتچىسى.

«سَافَرَ لَيْلًا»: كېچىدە يولغا چىقتى.

«خَرَجَ عِنْدَ هُبُوطِ اللَّيْلِ»: كەچ كىرگەندە چىقتى.

«سَهِرَ حَتَّى مُنْتَصَفِ اللَّيْلِ»: يېرىم كېچىگىچە ئويغاق تۇردى.

لَيْلَ نَهَارَ: كېچە-كۈندۈز، داۋاملىق.

«يَشْتَغِلُ المَصْنَعُ لَيْلَ نَهَارَ»: زاۋۇت كېچە-كۈندۈز ئىشلەيدۇ.

لَيْلٌ أَلْيَلُ: ئۇزۇن كېچە، قاراڭغۇ ئۇزۇن كېچە.

لَيْلًا: كېچىسى، كېچىدە، تۈندە.

لَيَالُ الأُنْسِ وَالسَّمَرِ: كېچىلىك يىغىلىشلار، كۆڭۈل ئېچىش كېچىلىكلىرى.

لَيْلَةٌ ج لَيَالٍ (اللَّيَالِي): بىر كېچە.

«لَيْلَةٌ مُمْطِرَةٌ»: يامغۇرلۇق كېچە.

«لَيْلَةُ العِيدِ»: بايرام كېچىسى.

«لَيْلَةٌ سَعِيدَةٌ»: بەختلىك كېچە.

اللَّيْلَةَ: بۈگۈن ئاخشام، بۈگۈن كېچە.

لَيْلَةُ العِيدِ الوَطَنِيِّ: دۆلەت بايرىمى ھارپىسىدا.

ذَاتَ لَيْلَةٍ: بىر كېچىسى، بىر ئاخشىمى.

اللَّيْلَةُ اللَّيْلَاءُ: قاپقاراڭغۇ كېچە.

أَلْفُ لَيْلَةٍ وَ لَيْلَةٍ: مىڭ بىر كېچە.

لَيْلَةٌ حَمْرَاءُ: قانلىق كېچە.

لَيْلَةُ القَدْرِ: قەدىر كېچىسى.

﴿لَيْلَةُ القَدْرِ خَيْرٌ مِنْ أَلْفِ شَهْرٍ﴾ «قرآن»: شەبى قەدىر (شەرەپ ۋە پەزىلەتتە) مىڭ ئايدىن ئارتۇقتۇر.

لَيْلِيٌّ: كېچىسى، كېچىنىڭ، كېچىلىك، كەچلىك.

مَدْرَسَةٌ لَيْلِيَّةٌ: كەچلىك مەكتەپ، كەچلىك كۇرس.

حَفْلٌ لَيْلِيٌّ: كېچىلىك سورۇن.

حَيَاةٌ لَيْلِيَّةٌ: كېچىلىك تۇرمۇش.

لِئِمَ: شەكلى ۋە خاراكتېر جەھەتتە ئوخشاش،

ئەپلىشىش، يارىشىش.

هُوَ لِيمُ فُلَانٍ: ئۇ پالانىغا ئوخشاش.

لِيمُوزٌ: مايمۇن.

لَيْمُوْنٌ: لىمون.

شَرَابُ اللَّيْمُوْنِ: لىمون سۈيى.

لَيْمُوْنٌ حَامِضٌ: لىمون كىسلاتاسى.

عَصِيْرُ اللَّيْمُونِ: لىمون سۈيى.

مُرَبَّى اللَّيْمُونِ: لىمون مۇراببىاسى.

لَيْنُوفَر: نىلۇپەر.

لِيْنٌ: يۇمشاقلىق، رايىشلىق، سىلىقلىق.

لِيْنُ الْعِظَامِ: سۆڭەكلەرنىڭ بوشاپ كېتىشى.

لِيْنُ الْعِيْشِ: پاراۋان تۇرمۇش.

لِيْنُ الْجَانِبِ: رايىش، مۇلايىم.

حُرُفُ اللِّيْنِ (فِي عِلْمِ الصَّرْفِ): ا، و، ي ھەرپلىرى.

لَيْنٌ ج لَيْنُوْنٌ: مۇلايىم، يۇمشاق، رايىش.

لُيُوْنَةٌ: يۇمشاقلىق، رايىشلىق، سىلىقلىق.

لَيَّاءُ: دېڭىز-ئوكيانلاردىن ئەڭ يىراق قۇرۇقلۇق.

لِيَّةٌ: تۇغقانچىلىق، ئادراسمان.

لَيَّثَ يُلَيِّثُ تَلْيِيثًا: شىردەك بولدى.

لَيَّفَتْ يُلَيِّفُ تَلْيِيفًا الْفَسِيْلَةُ: خورمىنىڭ نوتىسى چوگلاپ تالاسى كۆپەيدى.

لَيَّفَ الشَّيْءَ: خورما تالاسى بىلەن يۆيدى.

لَيَّقَ يُلَيِّقُ تَلْيِيقًا: يۇمشاتتى، ئۆۋەتتى.

لَيَّنَ يُلَيِّنُ تَلْيِينًا: يۇمشاتتى، نازاكەتلىك قىلدى، سىلىقلىدى.

لَيَّنَ الْبَطْنَ: قورساقنى بوشاتتى، ئىچىنى سۈرگۈزدى.

لَيِّنٌ ج لَيِّنُوْنَ وَأَلْيِنَاءُ: مۇلايىم، يۇمشاق، رايىش، ئىناتئەتچان.

لَيِّنُ الْعَرِيكَةِ - لَيِّنُ الْقَنَاةِ: مېھرىبان، يېقىملىق.

مَعْدَنٌ لَيِّنٌ: يۇمشاق مېتال.

لَيِّنَةُ الْعَرِيكَةِ: لەۋەن، ئۇماق، ئەۋرىشىم.

# م

م: ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ 22 ـ ھەرپى بولۇپ، ئەبجەد ھېسابىدا «40»نى كۆرسىتىدۇ.

مَا: ئىككى تۈرگە بۆلۈنىدۇ.

«مَا» (الْحَرْفِيَّةُ) قوشۇمچە خاراكتېرلىك «مَا» ۋە «مَا» (الْإِسْمِيَّةُ) ئىسىم خاراكتېرلىك «ما» .

قوشۇمچە خاراكتېرلىك «مَا» بەش تۈرگە بۆلۈنىدۇ.

1 ـ مَا النَّافِيَةُ: بولۇشسىز «مَا»: ياق؛ ئەمەس؛ سىز؛ يوق؛ مايدۇ.

«مَا أَدْرِيْ»: مەن بىلمەيمەن.

«مَا رَأَيْتُهُ أَمْسِ»: تۆنۈگۈن مەن ئۇنى كۆرمىدىم.

«مَا هُوَ عَدُوًّا» ، «مَا هُوَ بِعَدُوٍّ»: ئۇ دۈشمەن ئەمەس.

«مَا كَانَ لَهُ أَنْ يَقُوْلَ ذَلِكَ»: ئۇ ئۇنداق دېمەسلىكى كېرەك ئىدى.

2 ـ مَا الزَّائِدَةُ: ئوشۇقچە «مَا» . «سَيَنْزِلُ الْمَطَرُ عَمَّا قَلِيْلٍ»: ‹عن + ما› بىردەمدىلا يامغۇر ياغىدۇ.

3 ـ مَا الْكَافَّةُ: تولۇقلىغۇچى «مَا» ؛ ئالدى قوشۇلغۇچى، ئورۇن-ۋاقىت ھالىتى، «إِنَّ» تۈركۈمىدىكى قوشۇمچىلار «طَالَ» ، «قَلَّ» ، «كَثُرَ» قاتارلىق پېئىللارنىڭ كەينىدە ئىشلىتىلىدۇ.

(1) «مَا الْكَافَّةُ» ئالدى قوشۇلغۇچىنىڭ كەينىدە ئىشلىتىلىدۇ.

«أَخْدِمُ الشَّعْبَ كَمَا تَخْدِمُهُ» ؛ سىز خەلق ئۈچۈن خىزمەت قىلغاندەك مەنمۇ خەلق ئۈچۈن خىزمەت قىلىمەن.

«عُوْقِبَ الْمُجْرِمُوْنَ بِمَا جَنَتْ أَيْدِيهِمْ»: جىنايەتچىلەر جىنايىتى تۈپەيلىدىن جازاغا تارتىلدى.

«رُبَّمَا يَصْدُقُ الْكَاذِبُ»: يالغانچى بەزىدە راست گەپ قىلىپ قېلىشىمۇ مۇمكىن.

(2) ئورۇن ـ ۋاقىت تولدۇرغۇچىنىڭ كەينىدە ئىشلىتىلىدۇ: «كَيْفَ نَأْمَنُ كَيْدَ الْمُسْتَعْمِرِيْنَ بَعْدَ مَا جَرَّبْنَاهُمْ أَكْثَرَ مِنْ قَرْنٍ»: مۇستەملىكىچىلەرنى بىر ئەسىردىن كۆپرەك سىنىغان تۇرساق، ئۇلارنىڭ ھىيلە-مىكىرلىرىدىن قانداقمۇ خاتىرجەم بولالايمىز؟

«بَيْنَمَا سِرْتُ فِي الشَّارِعِ إِذْ رَأَيْتُ صَدِيْقِيْ»: مەن كوچىدا كېتىۋېتىپ، تۇساتتىنلا دوستۇمنى كۆرۈپ قالدىم.

«إِذْ مَا تَجْتَهِدْ فِي عَمَلِكَ تَنْجَحْ فِيْهِ»: سىز قېتىرقىنىپ ئىشلەيدىغانلا بولسىڭىز چوقۇم غەلىبە قىلالايسىز.

«حَيْثُمَا تَذْهَبْ تَجِدُ الْغُرَابَ أَسْوَدَ»: نەگىلا بارساڭ قاغىنى قارا كۆرىسەن، دۇنيادىكى قاغىلارنىڭ ھەممىسى قارا، نەگىلا بارساڭ قازاننىڭ قۇلىقى تۆت.

«أَيْنَمَا تَزُوْرُ مِنْ أَرْجَاءِ مِصْرَ تُشَاهِدُ التَّقَدُّمَ»: مەيلى سەن مىسىرنىڭ قايسىبىر تەرەپلىرىنى زىيارەت قىلما ھەممە ياقنىڭ تەرەققىي قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرىسەن.

(3)«إِنَّ» تۈركۈمىدىكى قوشۇمچىلارنىڭ كەينىدە ئىشلىتىلىدۇ: «إِنَّمَا نَعْتَمِدُ عَلَى قُوَّةِ جَمَاهِيرِ الشَّعْبِ»: بىز پەقەت خەلق ئاممىسىنىڭ كۈچىگە تايىنىمىز.

«كَأَنَّمَا الْقَمَرُ مِرْآةٌ صَافِيَةٌ»: ئاي گويا سۈپسۈزۈك ئەينەكتۇر.

«نَزَلَ الْمَطَرُ أَخِيرًا وَلَكِنَّمَا تَأَخَّرَ كَثِيرًا»: ئاخىر يامغۇر ياغدى، لېكىن ئۇ تولىمۇ كېچىكتى.

(4)«طَالَ، قَلَّ، كَثُرَ» قاتارلىق پېئىللاردىن كېيىن ئىشلىتىلىدۇ. «يَبْقَى تَهْدِيدُ الْحَرْبِ طَالَمَا يَبْقَى الْإِسْتِعْمَارُ»: مۇستەملىكىچىلىك مەۋجۇتلا بولىدىكەن ئۇرۇشنىڭ تەھدىتى ساقلىنىپ قېلىۋېرىدۇ.

«قَلَّمَا أَزُورُ مَكْتَبَةَ الْجَامِعَةِ لِضِيقِ الْوَقْتِ»: ۋاقىت قىس بولغانلىقتىن مەن ئۇنىۋېرسىتېت كۇتۇپخانىسىغا ناھايىتى ئاز بارىمەن.

«كَثُرَ مَا أُضِيعُ أَوْقَاتِي فِي الْمُسْتَشْفَيَاتِ»: مەن ۋاقتىمنىڭ كۆپ قىسمىنى دوختۇرخانىلاردا زايە قىلىۋېتىمەن.

4 ـ مَا الْمَصْدَرِيَّةُ: مەسدەر خاراكتېرلىك «مَا»

«ضَاقَتْ عَلَيْهِمُ الأَرْضُ بِمَا رَحُبَتْ»: زېمىن گەرچە كەڭرى بولسىمۇ ئۇلارغا تار كەلدى.

5 ـ مَا الظَّرْفِيَّةُ: ۋاقىت تولدۇرغۇچى خاراكتېرلىك «مَا». «أَتَعَلَّمُ مَا حَيِيتُ»: ھاياتلا بولىدىكەنمەن داۋاملىق ئۆگىنىمەن.

ئىسىم خاراكتېرلىك «مَا» تۆۋەندىكىدەك بەش تۈرگە بۆلۈنىدۇ:

1 ـ مَا الْإِسْتِفْهَامِيَّةُ: سوراق خاراكتېرلىك «مَا».

«مَا هَذَا»؟ بۇ نېمە؟

«مَا تَفْعَلُ»؟ نېمە ئىش قىلىسەن؟

«مَا الْخَبَرُ»؟ قانداق خەۋەرلەر بار؟ نېمە گەپ ئىكەن؟

«مَا الْعَمَلُ»؟ قانداق قىلىش كېرەك؟

«مَا لَكَ»؟ نېمە بولدۇڭ؟ ساڭا نېمە بولدى؟

«مَا لِي بِهَذَا»؟ مەن بۇنى قانداق قىلىمەن (نېمە قىلىمەن)؟

«بِمَ تَكْتُبُ»؟ ‹ب + ما›؛ نېمە بىلەن يازىسەن؟

«لِمَ تَأَخَّرْتَ»؟ نېمە ئۈچۈن كېچىكىپ قالدىڭ؟

«فِيمَ تَبْحَثُ»؟ ‹في + ما›: نېمە ئىزدەۋاتىسەن؟ نېمە توغرۇلۇق مۇھاكىمە قىلىۋاتىسەن؟

﴿فِيمَ أَنتَ مِن ذِكْرَاهَا﴾ ‹قرآن›: سەن ئۇنى قانداق بايان قىلىپ بېرەلەيسەن؟

«عَلَامَ تَبْنِي هَذَا الْحُكْمَ»؟ ‹على + ما›: سەن نېمىگە ئاساسەن بۇ ھۆكۈمنى چىقىرىسەن؟ سەن نېمىگە ئاساسەن بۇنداق ھۆكۈم قىلىسەن؟

«إِلَامَ تُضَافُ هَذِهِ الْكَلِمَةُ»؟ ‹إلى + ما›: بۇ سۆز نېمىگە بىرىكتۈرۈلىدۇ؟

2 ـ مَا الْمَوْصُولَةُ: باغلىغۇچى خاراكتېرلىك «مَا».

«مَا شَاءَ اللهُ»: ئاللاھنىڭ ئىرادىسى شۇنداق.

«قُلْ مَا تُرِيدُ»: ئىختىيارىي سۆزلەۋەر!

«هَذَا مَا لَهُ وَمَا عَلَيْهِ»: بۇ ئۇنىڭ ھوقۇقى ھەم مەجبۇرىيىتى.

«اَلْبَيَانُ مَا يَأْتِي»: تۆۋەندىكىدەك ئىزاھلايمىز، چۈشەندۈرۈلۈشى تۆۋەندىكىچە .

«وَمَا شَاكَلَ ذَلِكَ»: شۇنىڭغا ئوخشاشلار ۋە باشقىلار، قاتارلىقلار، قالغانلىرىمۇ شۇنداق، ئەنە شۇنداق نەرسىلەر.

«الذِّكْرَيَاتُ أَنْوَاعٌ شَتَّى مِنْهَا مَا هُوَ مُرٌّ مُؤْلِمٌ وَمِنْهَا مَا هُوَ جَمِيلٌ سَارٌّ»: ئەسلىمىلەر خىلمۇخىل بولىدۇ، ئازابلىقلىرىمۇ بولىدۇ، كۆڭۈللۈكلىرىمۇ بولىدۇ.

«هَذَا أَحْسَنَ مَا يَكُوْنُ»: ئەڭ ياخشىسى مانا مۇشۇ.

3 ـ مَا الشَّرْطِيَّةُ؛ شەرت خاراكتېرلىك «مَا».

«مَا تَزْرَعْ تَحْصُدْ»: نېمە تېرىساڭ شۇنى ئالىسەن.

﴿وَمَا تُقَدِّمُوا لأَنفُسِكُم مِّنْ خَيْرٍ تَجِدُوهُ عِندَ اللّهِ﴾

›قرآن‹: ئۆزۆۈكلار ئۆچۈن ئىشلىگەن ھەرقانداق ياخشى ئەمەل بولسا ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئۇنىڭ ساۋابىنى تاپىسىلەر.

«أَخْدِمُ الشَّعْبَ مَا دُمْتُ حَيًّا»: ھاياتلا بولىدىكەنمەن خەلق ئۈچۈن خىزمەت قىلىمەن.

4 ـ مَا التَّعَجُّبِيَّةُ: تەئەججۈپ خاراكتېرلىك «مَا»: نېمىدېگەن! نەقەدەر! ھەقىقەتەن، راست، راستىنلا.

«مَا أَجْمَلَ هَذِهِ الزَّهْرَةَ»: بۇ گۈل نېمىدېگەن چىرايلىق!

«مَا أَقْوَى قُوَّةَ الشَّعْبِ»: خەلقنىڭ كۈچى نېمىدېگەن زور.

5 ـ مَا الْإِبْهَامِيَّةُ: مۈجمەل خاراكتېرلىك «ما».

«مَا»: ھامان، مەلۇم بىر چاغدا.

«سَوْفَمَا يُحَرِّرُ الشَّعْبُ الْفِلَسْطِينِيّ أَرْضَهُ الْمُقَدَّسَةَ الْقُدْسَ الْمُحْتَلَّةَ»: پەلەستىن خەلقى ئىشغال قىلىۋېلىنغان مۇقەددەس زېمىنى ئېروسالىمنى ھامان بىر كۈنى ئازاد قىلىدۇ.

«نَجَحْنَا فِي عَمَلِنَا إِلَى حَدِّمَا»: بىز خىزمىتىمىزدە مەلۇم مۇۋەپپەقىيەتلەرگە ئېرىشتۇق.

«مَا ذَا»؟ نېمە؟

«يَوْمًا مَّا»: مەلۇم بىر كۈنى.

«بِسَبَبٍ مَّا»: مەلۇم بىر سەۋەب بىلەن.

«مَا إِنْ أَكَلْتُ الْغِدَاءَ حَتَّى ذَهَبْتُ إِلَى الْمَسْجِدِ لِأَدَاءِ صَلَاةِ الظُّهْرِ»: چۈشلۈك تاماقنى يەپ بولۇپلا پېشىن نامىزىنى ئوقۇش ئۈچۈن مەسجىدكە باردىم.

«مَا وَرَاءَ النَّهْرِ»: ئامۇ دەرياسىنىڭ ئۇ تەرىپى.

مَاء يَمُوءُ مُوَاءً وَأُمْوَاءً السِّنَّوْرُ: مۈشۈك مياڭلىدى.

مَاءٌ ج مِيَاهٌ: سۇ، سۇيۇقلۇق.

مَاءُ الْبَحْرِ: دېڭىز سۈيى.

مَاءُ الْبَصَلِ: پىياز سۈيى.

مَاءٌ ثَقِيلٌ: ئېغىر سۇ (ھىدروگېن بىلەن ئوكسىگېن بىرىكمىسى).

مَاءُ السَّيْفِ: قىلىچنىڭ پارقىرىقى.

مَاءٌ صَافٍ: سۈزۈك سۇ.

مَاءٌ فَاتِرٌ: ئىسسىق سۇ، ئىلمان سۇ.

مَاءٌ مَغْلِيٌّ: قايناق سۇ.

مَاءٌ كَدِرٌ: دۇغ سۇ، لاي سۇ.

مَاءٌ نَاجِعٌ: ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرىدىغان سۇ.

مَاءٌ بَارِدٌ: سوغۇق سۇ.

مَاءُ الْجَنِينِ: باش سۈيى.

مَاءُ الرَّمَادِ: تۈزلۇق سۇ ، يېشىل سۇ.

مَاءُ الزَّهْرِ: شەبنەم.

مَاءٌ عَذْبٌ: تاتلىق سۇ.

مَاءٌ جَارٍ: ئېقىن سۇ.

مَاءٌ سَاخِنٌ: ئىسسىق سۇ

مَاءُ الْحَيَاةِ: شاراب، ھاراق.

مَاءُ الذَّهَبِ: ئالتۇن سۈيى.

مَاءُ الشَّبَابِ: ياشلىق باھارى، تەرۇتازە، نەۋقىرانلىق.

مَاءُ الشَّرْبِ ، مَاءُ الشَّقَةِ: ئۇسسۇلۇق، ئىچىملىك.

مَاءُ الْعَقْدِ ، مَاءُ الْكَذَّابِ: ئازوت كىسلاتاسى.

مَاءُ اللَّحْمِ: قان.

مَاءُ النَّارِ: تۇز كىسلاتاسى، گىدرو خلورىت.

مَاءُ الْوَجْهِ: ھايا، نومۇس ، ئۇيات، غۇرۇر.

مَاءُ الْوَرْدِ: قىزىلگۈل سۈيى، گۈلاب.

ابْنُ الْمَاءِ: سۇ قۇشى.

بَنَاتُ الْمَاءِ: سۇ قۇشلىرى.

الْمَاءُ الْأَزْرَقُ: كۆزگە چۈشكەن ئاق.

«حَيَاةُ الْإِنْسَانِ تَتَوَقَّفُ عَلَى الْمَاءِ وَالْهَوَاءِ وَأَشِعَّةِ الشَّمْسِ»: ئىنسان ھاياتى سۇ، ھاۋا ۋە قۇياش نۇرىغا تايىنىدۇ.

﴿وَجَعَلْنَا مِنَ الْمَاءِ كُلَّ شَيْءٍ حَيٍّ﴾ ›قرآن‹: ھەممە

جانلىق مەۋجۇداتنى سۈدىن يارالتتۇق.

حُوْرِيَّةُ الْمَاءِ: سۇ پەرىسى.

عَرَبَةُ الْمَاءِ: سۇ توشۇش هارۋىسى.

الْمِيَاهُ الْمَعْدَنِيَّةُ: مىنېرال سۇ ، بۇلاق سۈيى.

الْمِيَاهُ الْإِقْلِيمِيَّةُ: دېڭىز تەۋەسى.

مِيَاهٌ جَوْفِيَّةٌ: يەر ئاستى سۈيى.

مَاتَ يَمُوتُ مَوْتًا: ئۆلدى، قازا تاپتى.

مَاتَ الْحَيّ: ئۆلدى.

مَاتَ جُوْعًا: ئاچلىقتىن ئۆلدى.

مَاتَ رُعْبًا: قورقۇنچتىن ئۆلدى.

«مَنْ مَاتَ لَايُشْرِكُ بِاللهِ شَيْئًا دَخَلَ الْجَنَّةَ» ‹حديث›: «كىمكى ئاللاهقا هېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئۆلسىدىكەن، ئۇ ئادەم جەننەتكە كىرىدۇ» (ھەدىس).

مَاتَ حَتْفَ أَنْفِهِ: هېچقانداق هادىسىگە ئۇچرىماي ئورنىدا يېتىپ ئۆلدى.

مَاتَ بَرْدًا: توڭلاپ ئۆلدى.

مَاتَ كَمَدًا: خاپىلىقتىن ئۆلدى.

«يُبْعَثُ كُلّ عَبْدٍ عَلَى مَا مَاتَ عَلَيْهِ» ‹حديث›: «هەرقانداق بەندە قانداق هالەتتە ئۆلگەن بولسا، شۇ هالەتتە تىرىلدۈرۈلىدۇ».

مَاتَ عَنْ وَلَدٍ: ئۆلۈپ بىر بالىسى قالدى.

مَاتَتِ الرِّيحُ: شامال توختىدى.

مَاتَتِ النَّارُ: ئوت ئۆچتى.

مَاتَ الْحَرّ أَوِ الْبَرْدُ: ئىسسىق ياكى سوغۇق ياندى.

مَاتَتِ الْحُمَّى: قىزىتما پەسەيدى.

مَاتَ يَمُوتُ مَوَاتًا وَ مَوَتَانًا الْمَكَانُ: جاي قاقاسلىشىپ كەتتى، چۆللىشىپ كەتتى.

مَاتِعٌ: ئېسىل، سازى، ئەلا، ياخشى، نادىر، يۇقىرى، ئۇستۇن، ئۈزۈن؛ كەسىپ ئەھلى؛ قىيقىزىل.

رَجُلٌ مَاتِعٌ: پەزىلەتلىك ئادەم.

مَاثَ يَمُوثُ مَوْثًا الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: نەرسە ئارىلاشتى، ئارىلىشىپ كەتتى.

مَاثَ يَمِيثُ مَيْثًا الشَّيْءَ فِي الْمَاءِ: نەرسىنى سۇدا ئېرىتتى.

مَاثَلَ يُمَاثِلُ مُمَاثَلَةً: ئوخشىدى، ئوخشاپ قالدى، ئوخشاتتى.

مَاثَلَهُ فِي اللَّوْنِ: رەڭگى ئوخشاپ قالدى.

«يُمَاثِلُهُ أَدَبًا»: ئۇنىڭ ئەدەپ-ئەخلاقى ئوخشىشىپ كېتىدۇ.

مَاثِلٌ: هازىر، تەييار، تەسەۋۋۇر قىلىنغان.

«مَاثِلٌ بَيْنَ يَدَيْهِ»: ئۇنىڭ ئالدىدا هازىر بولغان.

مَاثِلٌ لِلْعِيَانِ: ئوچۇق-ئاشكارا.

مَاثِلَةٌ: چىراغ تەكچىسى، چىراغپاي.

«مَسْأَلَةٌ مَاثِلَةٌ فِي ذِهْنِهِ»: مېڭىسىدە تەسەۋۋۇر قىلىنغان مەسىلە.

مَاجَ يَمُوجُ مَوْجًا وَمَوَجَانًا: دولقۇنلىدى، جۇش ئۇردى، مەۋج ئۇردى.

مَاجَ الْقَوْمُ: قوۋم تەۋرەپ كەتتى.

مَاجِدٌ م مَاجِدَةٌ ج مَوَاجِدُ: ئېسىل، شەرەپلىك، ئالىيجاناب .

مَاجَرَيَاتٌ (مَاجَرَى): هادىسە، خېيىم-خەتەر، ۋەقە.

مَاجَرَيَاتُ الْحَوَادِثِ: ۋەقە(هادىسە) نىڭ جەريانى.

مَاجَنَ يُمَاجِنُ مُمَاجَنَةً الشَّخْصَ: چاقچاقلاشتى.

مَاجِنٌ ج مُجَّانٌ: يۈزى قېلىن، هاياسىز، قىزىقچى، چاقچاقچى.

مَاجُورٌ ج مَوَاجِيرُ: ساپال قاچا، ساپال بۇيۇم.

مَاحَ يَمِيحُ مَيْحًا وَ مَيْحُوحَةً: ئىرغاڭلاپ ماڭدى، كۆرەڭلەپ ماڭدى.

مَاحَ الشَّخْصُ: سۇنى ئوچۇملاپ ئالدى.

مَاحَ الرَّجُلَ: كىشىگە پايدا يەتكۈزدى.

مَاجَةٌ عِنْدَ الأَمِيرِ: ئۈنىڭغا شاپائەت قىلدى.

مَاجٌّ: كونا كىيىم.

مَاحِقٌ: ھالاكەتلىك، قاقشاتقۇچ، ئۆلتۈرىدىغان، ئۆلۈمگە ئېلىپ بارىدىغان، جاننى ئالىدىغان.

هَزِيمَةٌ مَاحِقَةٌ: ھالاكەتلىك مەغلۇبىيەت، پاجىئەلىك مەغلۇبىيەت.

مَاحَكَ يُمَاحِكُ مُمَاحَكَةً: جېدەللەشتى، جاڭجاللاشتى، بەس-مۇنازىرە قىلىشتى، تالاش-تارتىش قىلىشتى.

مَاحِكٌ: ئۇرۇشقاق، جېدەلخور، مۇنازىرىچى.

مَاحِلٌ: قاقاس، قاقاسلىق، قۇرغاق، قۇرغاقچىلىق، مۇنازىرىلەشكۈچى.

أَرْضٌ مَاحِلٌ: قۇرغاق يەر.

مَاخِرَةٌ ج مَوَاخِرُ: پاراخوت، كېمە.

﴿وَتَرَى الْفُلْكَ مَوَاخِرَ فِيهِ﴾ «قۇرئان»: كېمىلەرنىڭ دېڭىزدا دولقۇنلارنى يېرىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرىسەن.

مَاخِضٌ ج مَوَاخِضُ: تولغاق تۇتقۇچى.

مَاخُورٌ ج مَوَاخِرُ و مَوَاخِيرُ: پاھىشىخانا، پىسىق-پاسات سورۇنى.

مَاخُورَةٌ ج مَوَاخِيرُ: پاھىشىخانا، ئىشرەتخانا.

مَادَ يَمِيدُ مَيْدًا وَ مَيَدَانًا: سىلكىندى، تەۋرەندى؛ ئوڭ-سولغا ئىرغاڭلىدى.

مَادَامٌ ج مَادَامَاتٌ: خانىم، خېنىم، ئاغىچا.

مَادَّ يُمَادُّ مُمَادَّةً وَ مِدَادًا ـ هُ: ئارقىغا سوزدى، ئارقىغا سۆرىدى، كەينىگە تارتتى.

مَادٌّ: ياماشقاق ئۆسۈملۈكلەر.

مَادَّةٌ ج مَوَادٌّ وَ مَادَّاتٌ: ماددا، ماددىي نەرسە؛ ماتېرىيال، ئېلېمېنت، تارماق.

مَادَّةٌ سَامَّةٌ:زەھەرلىك ماددا.

الْمَادَّةُ الْحَيَوِيَّةُ: پلازما، پروتوپلازما.

مَادَّةُ اللُّغَةِ: سۆزلۈك، لۇغەت تەركىبى، لېكسىكا.

مَادَّةُ الإِتِّفَاقِ (الْعَقْدِ): ماددا، تارماق.

الْمَادَّةُ الْغِذَائِيَّةُ: ئوزۇقلۇق ماددا.

الْمَادَّةُ الْمُشْتَعِلَةُ: يېنىشچان ماددا.

الْمَادَّةُ شِبْهُ الْمَصْنُوعَةِ: چالا ئىشلەنگەن مەھسۇلات.

مَادَّةُ التَّجْمِيلِ: پەرداز بۇيۇملىرى.

مَادَّةُ الْخَشَبِ: ياغاچ ماتېرىياللىرى.

الْمَادَّةُ الثَّانِيَةُ مِنَ الْقَانُونِ: قانۇننىڭ ئىككىنچى ماددىسى.

مَوَادُّ الْبِنَاءِ: قۇرۇلۇش ماتېرىياللىرى.

مَوَادُّ التَّعْلِيمِ: ئوقۇش ماتېرىياللىرى .

«أَنَّ الإِقْتِصَادَ فِي الْمَوَادِّ الْخَامِ أَمْرٌ مُهِمٌّ جِدًّا إِيَّاكَ أَنْ تُقَلِّلَ مِنْ أَهْمِيَّتِهِ»: خام ئەشيانى تېجەش مۇھىم تەدبىر، ئۇنىڭ رولىنى سەل چاغلىماسلىقىڭ كېرەك.

«ذَهَبَ إِلَى أَمَاكِنَ كَثِيرَةٍ بَحْثًا عَلَى مَوَادِّ الْبِنَاءِ»: قۇرۇلۇش ماتېرىياللىرىنى ئىزدەپ نۇرغۇن جايلارغا باردى.

مَوَادٌّ إِسْتِهْلَاكِيَّةٌ: ئىستېمال ماتېرىياللىرى.

مَوَادٌّ أَوَّلِيَّةٌ، وَمَوَادٌّ خَامٌ، وَالْمَوَادُّ الْغُفْلُ: خام ماتېرىيال، خام ئەشيا.

مَادِّيٌّ: كونكرېت؛ ماتېرىيالىست، ماتېرىيالىزمچى؛ دۇنياۋى، دۇنيالىق.

مَادِّيًّا: ماددىي جەھەتتە، ماددىي جەھەتتىن.

مَادِّيَّةٌ: ماددىيلىق، رېئاللىق، ئاكتۇئاللىق ؛ ماتېرىيالىزم.

الْمَادِيَّةُ الدِّيَالِكْتِيكِيَّةُ: دىئالېكتىك ماتېرىيالىزم .

الْمَادِيَّةُ التَّارِيخِيَّةُ: تارىخىي ماتېرىيالىزم.

مَادَى يُمَادِي مُمَادَاةً فُلَانًا: مۇددەتنى ئۇزارتتى، قەرەلنى ئۇزارتتى كېچىكتۈردى.

مَاذِرٌ: سېسىق، ناچار.

مَاذِيٌّ: ئاق ھەسەل، بال؛ تۆمۈر قورال.

مَاذِيَّةٌ: شاراب، مەي.

مَارَ يَمُورُ مَوْرًا: داۋالغۇدى، تەۋرەندى، دولقۇنلىدى، ئۆركەشلىدى.

مَارَتِ السَّحَابَةُ: بۇلۇت ئايلاندى.

﴿يَوْمَ تَمُورُ السَّمَاءُ مَوْراً﴾ «قرآن»: ئۇ كۈندە ئاسمان قاتتىق تەۋرەيدۇ.

مَارَ يَمِيرُ مَيْرًا: تەمىنلىدى، تەمىن قىلدى، باقتى.

مَارَ الدَّوَاءَ: دورىنى ئېرىتتى.

مَارِدٌ ج مَرَدَةٌ وَ مَارِدُوْنَ: بۇيۇك ئادەم، پالۋان، شەيتان، دىۋە، يۈكسەك، ئېگىز، گىگانت ئادەم؛ ئاسىي، توپىلاڭچى، قارشى تۇرغۇچى.

﴿وَحِفْظاً مِّن كُلِّ شَيْطَانٍ مَّارِدٍ﴾ «قرآن»: ئاللاھنىڭ ئىتائىتىدىن چىققۇچى ھەربىر شەيتاندىن ئۇنى قوغدىدۇق.

«بِنَاءٌ مَارِدٌ»: ئېگىز بىنا.

مَارٌّ ج مَارَّةٌ: ئۆتكۈچى، ھالقىغۇچى، كېيىن ئۆتكۈچى، يولۇچى.

الْمَوْضُوْعُ الْمَارّ ذِكْرُهُ: يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان ماۋزۇ.

«الشَّارِعُ مُزْدَحِمٌ وَلَكِنْ الْمَارَّةَ يَسِيْرُوْنَ بِنِظَامٍ»: كوچا تىقىنچىلىق بولسىمۇ يولدىن ئۆتكۈچىلەر تەرتىپلىك ماڭماقتا.

«يَجْتَازُ الْمَارَّةُ الطَّرِيْقَ عِنْدَ ظُهُوْرِ الضَّوْءِ الْأَخْضَرِ»: يولدىن ئۆتكۈچىلەر يېشىل چىراغ يېقىلغاندا ئۆتىدۇ.

مَارَسَ يُمَارِسُ مِرَاسًا وَمُمَارِسَةً الشَّيْءَ أَوِ الْعَمَلَ أَوِ الْأَمْرَ: ھەپىلەشتى، شۇغۇللاندى.

«يُمَارِسُ الْمُحَامَاةَ مُنْذُ عِشْرِيْنَ سَنَةً»: ئۇ يىگىرمە يىلدىن بېرى ئادۋوكاتلىق بىلەن شۇغۇللىنىۋاتىدۇ.

مَارَسَ سُلْطَتَهُ: ھوقۇقىنى ئىشلەتتى.

مَارَسَ السُّلْطَةَ: ھاكىمىيەت يۈرگۈزدى.

يُمَارِسُ رِبَا الْفَاحِشِ: ئۇ جازانىخورلۇق قىلىۋاتىدۇ.

مَارِسٌ: مارت، ئۈچىنچى ئاي؛ ئەپسانىلەردىكى ئۇرۇش ئىلاھى.

مَارِسْتَانٍ: دوختۇرخانا، شىپاخانا.

«قَضَى الْمَرِيْضُ مُدَّةً فِي الْمَارِسْتَانِ»: كېسەل بىر مەزگىلنى دوختۇرخانىدا ئۆتكۈزدى.

مَارِقٌ ج مَارِقُوْنَ وَ مُرَّاقٌ عَنِ الدِّيْنِ: دىندىن چىققۇچى، دىنغا ئاسىيلىق قىلغۇچى.

سَهْمٌ مَارِقٌ: تېشىپ ئۆتۈپ كەتكەن ئوق.

مَارَى يُمَارِي مُمَارَاةً: جېدەللەشتى، مۇنازىرىلەشتى.

مَارِيَةٌ: ئاق موزايلىق ئىنەك.

مَارِيَّةٌ: ئاق ئايال.

مَازَجَ يُمَازِجُ مُمَازَجَةً: بىرىش-كېلىش قىلدى، ئالاقە قىلدى، باردى-كەلدى قىلدى، ئارىلىشىپ ئۆتتى.

مَازَحَ يُمَازِحُ مُمَازَحَةً: چاقچاقلاشتى، ئويناشتى.

مَازِحٌ: چاقچاقچى، ھەزىلچى.

مَازُوْرٌ: بېلىقچى قۇش.

مَازِيَّةٌ: ئۈستۈنلۈك، ئەۋزەللىك، ئارتۇقچىلىق، پەزىلەت.

مَاسَ يَمُوْسُ مَوْسًا — الرَّأْسَ: چاچنى چۈشۈردى، ساتىراشلىق قىلدى.

مَاسَ يَمِيْسُ مَيْسًا وَ مَيَسَانًا الرَّجُلُ: كىشى غادىيىپ ماڭدى، ئىرغاڭلاپ ماڭدى.

مَاسٌ ج أَلْمَاسٌ: ئالماس، برىليانت.

رَجُلٌ مَاسٌ: تاش يۈرەك ئادەم.

مَاسَةُ قِمْرَانِيٍّ: ئالماس پىچاق، ئەينەك كەسكۈچ.

مَاسَحَ يُمَاسِحُ مُمَاسَحَةً: ئالداش ئۈچۈن چىرايلىق گەپ قىلدى.

مَاسَحَ غَيْرَهُ: قول ئېلىشىپ كۆرۈشتى.

مَاسِحٌ م مَاسِحَةٌ: سۈرتكۈچى، ئېرىتقۇچى، كاززاپ، يالغانچى، قاتىل.

مَاسِحُ الْأَحْذِيَّةِ: مايلامچى.

مَاسِحَةٌ ج مَوَاسِحُ: باش تارىغۇچى دېدەك.

مَاسَّ يُمَاسُّ مُمَاسَّةً: تەگدى، تېگىپ كەتتى، ئۇچراشتى.

مَاسٌّ: تېگىپ كەتكۈچى، ئۇچراشقۇچى، سۈركىگۈچى، ئۈۋۈلىغۈچى، تۇتقۇچى، جىددىي، زۆرۈر، ئاكتۇئال.

«دَيْنٌ مَاسٌّ»: جىددىي قەرز.

«لَهُ حَاجَةٌ مَاسَّةٌ إِلَى الْمُسَاعَدَةِ»: ئۇ ياردەمگە جىددىي ئېھتىياجلىق.

الْقُوَّةُ الْمَاسَّةُ: تېگىش سېزىمى.

مَاسِكٌ: تۇتقۇچى، ئالغۇچى، تۇتۇۋالغۇچى، ئېلىۋالغۇچى، مۇستەھكەم، پۇختا، قاتتىق.

مَاسِكُ الدَّفَاتِرِ: بوغالتىر، ھېساباتچى.

مَاسُورَةٌ ج مَوَاسِيرُ: كاناي، نەيچە، پروبىركا، ئۆتكۈزگۈچ تۇرۇبا.

مَاسُورَةُ مِيَاهٍ: سۇ تۇرۇبىسى.

مَاسَى يُمَاسِي مُمَاسَاةً فُلَانًا: پالانىنى مەسخىرە قىلدى.

مَاشِطٌ: ساتىراش.

مَاشِطَةٌ ج مَاشِطَاتٌ وَ مَوَاشِطُ: دېدەك، خىزمەتكار، كۆتكۈچى ئايال، ئايال ساتىراش.

مَاشَكْ / مَاشَةٌ: لاخشىگىر، قىسقۇچ.

مَاشَى يُمَاشِي مُمَاشَاةً: بىللە ماڭدى.

مَاشَى الرَّجُلُ صَدِيقَهُ: كىشى دوستى بىلەن بىللە ماڭدى.

مَاشَاهُ فِي آرَائِهِ: ئۇنىڭ پىكىرلىرىگە ماسلاشتى.

مَاشٍ ج مُشَاةٌ و مَاشُونَ: پىيادە ماڭغۇچى، ياياق ماڭغۇچى.

«عَلَى الْمَاشِي أَنْ يَحْتَرِمَ إِشَارَاتِ الْمُرُورِ»: پىيادە ماڭغۇچى قاتناش بەلگىلىرىگە رىئايە قىلىشى كېرەك.

رَجَعْتُ إِلَى الْحَدِيقَةِ مَاشِيًا: باغقا پىيادە قايتتىم.

«كَانَ النَّبِيُّ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَزُورُ قُبَاءَ رَاكِبًا وَ مَاشِيًا فَيُصَلِّي فِيهِ رَكْعَتَيْنِ» ‹حديث›: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلاغلىق ۋە پىيادە ھالەتتە قۇبا مەسجىدىنى زىيارەت قىلاتتى ۋە ئۇ يەردە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى». ‹ھەدىس›.

مَاشِيَةٌ ج مَوَاشٍ: ئۆي ھايۋانلىرى.

تِسْعَةُ أَعْشَارِ الرِّزْقِ فِي التِّجَارَةِ وَالْعُشْرُ فِي الْمَوَاشِي ‹حديث›: 10\9 رىزىق تىجارەتتە، 10\1 رىزىق چارۋىچىلىقتا. ‹ھەدىس›.

مَاصِرٌ: چېگرا، پاسىل، شەھەر، ئاۋات جاي، توساق.

مَاصٌّ: شورىغۇچى، سۈمۈرگۈچى.

مَاصَّةٌ ج مَاصَّاتٌ وَمَوَاصٍّ: ناسوس، پومپا، سۈمۈرگۈچ ناسوسى، سۈمۈرگۈچ، ئابسوربىيلىگۈچى رېئاكتىپ.

مَاصَعَ يُمَاصِعُ مُمَاصَعَةً قِرْنَهُ: ئېلىشتى، ئۇرۇشتى.

مَاصِعٌ م مَاصِعَةٌ: تۈز سۈيى.

مَاصِلٌ: ئاز، ئازغىنە.

عَطَاءٌ مَاصِلٌ: ئازغىنە سوۋغا.

لَبَنٌ مَاصِلٌ: ئازغىنە سۈت.

مَاضِرٌ: ئاچچىق-چۈچۈك.

مَاضِغٌ ج مُضَّغٌ: چاينىغۇچى.

مَاضِغَانِ وَمَاضِغَتَانِ: ئۈستۈنكى ئاڭلاي ۋە ئاستىنقى ئاڭلاي.

مَاضٍ ج مَوَاضٍ: ئۆتكۈر، ئىتتىك، كەسكىن، ئىلگىرى، بۇرۇن.

الْأُسْبُوعُ الْمَاضِي: ئۆتكەن ھەپتە، ئالدىنقى ھەپتە.

الشَّهْرُ الْمَاضِي: ئۆتكەن ئاي، ئالدىنقى ئاي.

فِي الْمَاضِي: ئىلگىرى، ئىلگىرىكى، بۇرۇنقى، بۇرۇن، ئۆتمۈشتە.

هُوَ مَاضِي الْعَزِيمَةِ: ئۇ ئىرادىلىك، ئىرادىسى چىڭ.

الْمَاضِي (فِي النَّحْوِ): ئۆتكەن زامان.

الْفِعْلُ الْمَاضِي: ئۆتكەن زامان پېئىلى.

السَّنَوَاتُ الْمَاضِيَةُ: ئىلگىرىكى يىللار.

مَاطَ يَمِيطُ مَيْطًا وَمَيَطَانًا: يىراقلاشتى، ئايرىلدى، نېرى بولدى.

مَاطَ بِهِ: يىراقلاشتۇردى، چەتكە قاقتى، نېرى قىلىۋەتتى.

مَاطِرٌ: يامغۇرلۇق.

مَاطَلَ يُمَاطِلُ مُمَاطَلَةً بِحَقِّهِ: ئۇنىڭ ھەققىنى قايتۇرۇشنى كەينىگە سۈردى.

مَاعَ يَمِيعُ مَيْعًا الشَّيْءُ: نەرسە ئاقتى، تارالدى.

مَاعَ السَّمْنُ: ماي ئېرىدى.

مَاعَ الشَّخْصُ: كىشى بوشاپ كەتتى.

مَاعِزٌ ج مَعْزٌ م مَاعِزَةٌ ج مَوَاعِزُ: بىر ئۆچكە.

مَاعُونٌ: ئائىلىدە ئىشلىتىلىدىغان سايمانلار، ئائىلە سايمانلىرى.

مَاقَ يَمُوقُ مَوْقًا وَمُوُقًا الشَّخْصُ: دۆت بولدى، گالۋاڭ بولدى.

مَاقَتَ يُمَاقِتُ مُمَاقَةً الرَّجُلَ: قاتتىق يىرگەندى، قاتتىق ئۆچ كۆردى.

مَاكَرَ يُمَاكِرُ مُمَاكَرَةً: ئالدىدى، ساختىپەزلىك قىلدى، ھىيلە ئىشلەتتى.

مَاكِرٌ ج مَكَرَةٌ وَ مَاكِرُونَ: ھىيلىگەر، مەككار.

«يَتَصَرَّفُ كَالثَّعْلَبِ الْمَاكِرِ»: ھىيلىگەر تۈلكىدەك ئىش قىلىدۇ.

مَاكَسَ يُمَاكِسُ مُمَاكَسَةً: كېمەيدى، كېمەيتتى.

مَاكَسَ فِي الْبَيْعِ: سودىلاشتى.

مَاكَسَ الشَّخْصُ الضَّرِيبَةَ: باج يىغدى.

مَاكَسَةُ: ئۇنى ئەزدى.

مَاكِنَةٌ: ماشىنا، ئىستانوك، مېخانىزم.

مَاكِينَةٌ كَهْرَبَائِيَّةٌ: دۋىگاتېل، ئېلېكتر ماشىنا.

مَاكِنَةُ خِيَاطَةٍ: تىكىش ماشىنىسى.

مَالَ يَمُولُ مَوْلًا وَمُؤُولًا: باي بولدى، بېيىدى، مالدار بولدى.

مَالَ يَمِيلُ مَيْلًا وَ مَيَلَانًا: ئېغىشتى.

مَالَ فُلَانًا: پالانىغا بولۇشتى.

مَالَ عَنِ الطَّرِيقِ: يولدىن چەتنەپ كەتتى.

مَالَ عَنِ الْحَقِّ: ھەقتىن يۈز ئۆرۈدى.

مَالَ شِمَالًا وَيَمِينًا: ئوڭ-سولغا ئىرغاڭلىدى.

مَالَ النَّهَارُ: كەچ كىرەي دېدى.

مَالَ اللَّيْلُ: قاراڭغۇ چۈشەي دەپ قالدى.

مَالَ الْحَائِطُ: تام قىڭغىيىپ قالدى.

مَالَ عَلَيْهِ الدَّهْرُ: بېشىغا كۈن چۈشتى، دىشۋارچىلىققا يولۇقتى.

مَالَ عَلَى الرَّجُلِ: كىشىگە زۇلۇم قىلدى.

مَالَتِ الشَّمْسُ: كۈن قايرىلدى.

مَالَ إِلَى: ھەۋەس كەلدى.

مَالٌ ج أَمْوَالٌ: مال، مال-مۈلۈك، پۇل-مال.

مَالُ الْحَرَامِ: ھارام مال، ھارام پۇل، ھارام بايلىق.

أَمِينُ الْمَالِ: ئامبارچى، كاسسىر، بوغالتىر.

جَمْعُ الْمَالِ: مال توپلىماق.

مَالٌ مَنْقُولَةٌ: تۇراقسىز مال.

مَالُ الْأَطْيَانِ: يەر بېجى.

مَالُ الْعَقَارَاتِ: مال-مۈلۈك بېجى.

مَالٌ كَثِيرٌ: بايلىق، بايلىق مەنبەسى.

الْمَالُ الْإِحْتِيَاطِيّ: ئېھتىيات مەبلەغ.

رَأْسُ مَالٍ: دەسمايە، كاپىتال.

بَيْتُ الْمَالِ: دۆلەت خەزىنىسى.

مَالَأَ يُمَالِئُ مُمَالَأَةً: ياردەم بەردى.

وَاللهِ مَا قَتَلْتُ عُثْمَانَ وَلَا مَالَأْتُ عَلَى قَتْلِهِ: ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، ئوسماننى مەن ئۆلتۈرمىدىم، ئۇنى ئۆلتۈرۈشكە ياردەملەشكىنىمۇ يوق.

مَالَجٌ ج مَوَالِجُ: ئەندىۋا.

مَالَحَ يُمَالِحُ مُمَالَحَةً: بىرگە تاماق يېدى، بىللە غىزالاندى.

مَالِحٌ: تۇزلۇق، شورلۇق.

هَذَا الطَّبَقُ مِنَ الْخُضْرَوَاتِ غَيْرُ مَالِحٍ جِدًّا: بۇ سەي ناھايىتى تۇزسىز بولۇپ قاپتۇ.

مَالِطَةٌ: مالتا ئارىلى.

مَالَقٌ: سۇرەم.

مَالِكٌ ج مُلَّكٌ وَمُلَّاكٌ: خوجايىن، ئىگىدار، ئىگە، ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى، مۈلۈك ئىگىسى، مۈلۈكدار.

﴿مَالِكِ يَوْمِ الدِّينِ﴾ «قرآن»: (ئاللاھ) قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر.

مَالِكُ الْأَرْضِ الزِّرَاعِيَّةِ: يومىشچىك، يەر ئىگىسى.

مَالِكُ الْحَزِيْنِ: كۆك قوتان. (بىر خىل قۇش).

الشُّؤُنُ الْمُتَعَلِّقَةُ بِالْمُلَّاكِ: كادىرلار خىزمىتى.

مَالِكِيٌّ: مالىكى مەزھىپىدىكى ئادەم.

مَالِكِيَّةٌ: مالىكى مەزھىپى.

مَالِنْخُولِيَا، مَالِيخُولِيَا: خامۇشلۇق كېسىلى، مالىخولىيا.

مَالُولَةٌ: سەۋرسىز، چۇس، قىزىققان.

مَالِيٌّ: پۇل، پۇلغا مەنسۇپ، پۇل-مالغا ئائىت.

نِظَامٌ مَالِيٌّ: مالىيە تۈزۈلمىسى، مالىيە سىستېمىسى.

مَالِيَّةٌ: مالىيە، پۇل مۇئامىلىسى، پۇل مۇئامىلە ئىشلىرى، سەرراپلىق ئىشلىرى، بايلىق.

وَزَارَةُ مَالِيَّةٍ: مالىيە مىنىستىرى.

سَنَةٌ مَالِيَّةٌ: ھېساپات يىلى.

أَغْرَاضٌ مَالِيَّةٌ: مالىيە نىشانى.

الدَّوَائِرُ الْمَالِيَّةُ: پۇل مۇئامىلە ساھەسىدىكىلەر.

سُوقٌ مَالِيَّةٌ: پۇل مۇئامىلە بازىرى، سەرراپلىق بازىرى.

عُقُوبَةٌ مَالِيَّةٌ: جەرىمانە.

غَرَامَةٌ مَالِيَّةٌ: جەرىمانە، جەرىمانە قويماق.

مَامُونِتٌ: پىلنىڭ ئەجدادلىرى.

مَانَ يَمُونُ مَوْنًا وَمُئُونَةً: تەمىنات بەردى، تەمىنلىدى، ئوزۇق-تۈلۈك بىلەن تەمىنلىدى.

مَانَ يَمِيْنُ مَيْنًا: يالغان ئېيتتى، يالغانچىلىق قىلدى.

مَانْجَةٌ: ئەنبەھ (مېۋە).

مَانَحَ يُمَانِحُ مُمَانَحَةً: ئۈزۈلدۈرمەي بەردى، ئارقا-ئارقىدىن بەردى، ئۆزئارا سوۋغا بېرىشتى.

مَانِحٌ: تەقدىم قىلغۇچى، ئىنئام قىلغۇچى، ھەدىيە قىلغۇچى، بەرگۈچى.

مَانَعَ يُمَانِعُ مُمَانَعَةً: قارشى تۇردى، قارشىلاشتى.

مَانَعَةٌ: ئۇنى قوغدىدى.

مَانِعٌ ج مَنَعَةٌ وَمَانِعُوْنَ وَمَوَانِعُ: توسالغۇ-توسقۇ، يۇتلىكاشالىك، مەنئى قىلغۇچى، توسقۇچى، دەخلى قىلغۇچى، توسالغۇ بولغۇچى.

مَانِعَةُ الصَّوَاعِقِ: چاقماق توسقۇچى ئەسۋاب.

مَانُولِيَا: ماگنولىيە، ماگنولىيە گۈلى، (چوڭ ۋە خۇشبۇي گۈللۈك، دائىم يېشىل تۇرىدىغان زىننەت ئۈچۈن ئۆستۈرۈلىدىغان ئۆسۈملۈك).

مَاهَ يَمُوْهُ مَوْهًا وَمَاهَةً وَمَوْهَةً الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: ئارىلاشتۇردى.

مَاهَ فُلَانٌ فِي كَلَامِهِ: يالانى سۆزنى چالغۇتتى.

مَاهَتِ الْبِئْرُ: قۇدۇقنىڭ سۇيى كۆپەيدى.

مَاهَتِ السَّفِيْنَةُ: كېمىگە سۇ كىرىپ كەتتى.

مَاهَ يَمِيْهُ مَيْهًا الْبِئْرُ: قۇدۇقنىڭ سۇيى كۆپەيدى.

مَاهَ فُلَانًا: يالانىغا سۇ بەردى.

مَاهَرَ يُمَاهِرُ مُمَاهَرَةً: مۇسابىقىلەشتى، بەسلەشتى.

مَاهِرٌ ج مَهَرَةٌ: پىششىقان، پۇختا، مەلىكىلىك، ئۇستا، ماھىر، ئەپچىل، چاققان، چېۋەر.

سَبَّاحٌ مَاهِرٌ: ئۇستا سۇ ئۈزگۈچى، ماھىر سۇ ئۈزگۈچى.

عَامِلٌ مَاهِرٌ: چېۋەر ئىشچى.

قَائِدٌ مَاهِرٌ: ئۇستا قوماندان.

مَاهَنَ يُمَاهِنُ مُمَاهَنَةً: كەسىپ (سانائەت) بىلەن شۇغۇللاندى، كەسىپ قىلدى، خىزمەت بىلەن شۇغۇللاندى.

مَاهِنٌ ج مُهَّانٌ وَمَهَنَةٌ وَمِهَانٌ: مالاي، چاكار، خىزمەتچى، خادىم، مۇلازىم، قول، مېھنەتكەش.

مَاهِيٌّ: سۇلۇق، سۇدەك، سۇغا مەنسۇپ .

مَاهِيَةٌ ج مَاهِيَاتٌ وَمَهَايَا: ماھىيەت، (نەرسىنىڭ) ھەقىقىتى.

مَاهِيَّةُ الشَّيْءِ: نەرسىنىڭ ماھىيىتى، تېگى-تەكتى.

مَاوِيٌّ: سۇلۇق، سۇدەك، سۇدا ياشايدىغان، سۇغا مەنسۇپ .

مَايَرَ يُمَايِرُ مُمَايَرَةً: ئوزۇقلۇق بىلەن تەمىنلىدى، ئاشلىق بىلەن تەمىنلىدى، ئوزۇق-تۈلۈك بىلەن تەمىنلىدى.

مَايَرَة: دورىدى، تەقلىد قىلدى.

مَايُو: ماي، بەشىنچى ئاي.

مَايُوْهُ: سۇ ئۈزۈش كىيىمى.

مَايِتٌ: ۋاپات بولۇش ئالدىدىكى ئادەم، جان ئۈزۈش ئالدىدىكى ئادەم، ئۆلۈمگە يۈز تۇتقۇچى، سەكراتتا چۈشۈپ قالغۇچى.

مَائِجٌ: مەۋج ئۇرۇۋاتقان، دولقۇنلاۋاتقان، ئۆركەشلەۋاتقان، دولقۇنسىمان، داۋالغۇۋاتقان.

مَائِدٌ ج مَيْدَى: بېشى قېيىپ كۆزى قاراڭغۇلاشقۇچى، بېشى قايغۇچى.

مَائِدَةٌ ج مَوَائِدُ وَمَائِدَاتٌ: تاماق ئۈستىلى، تاماق جوزىسى، شىرە، داستىخان.

مَائِدَةُ الْكِتَابَةِ: يېزىق ئۈستىلى.

غِطَاءُ الْمَائِدَةِ: داستىخان.

الْمَائِدَةُ الْمُسْتَدِيرَةُ: يۇمىلاق جوزا.

الْمَائِدَةُ الْمُقَدَّسَةُ: مۇقەددەس زىياپەت، كاتتا زىياپەت.

مَائِعٌ: سۇيۇقلۇق، سۇيۇق، سۇيۇق جىسىم، ئاققۇچى، ئەخمەق، گالۋاڭ، بوشاڭ.

مَائِلٌ ج مُيَّلٌ وَمَالَةٌ م مَائِلَةٌ ج مَائِلَاتٌ وَمَوَائِلُ: ئەگمەچ، ئەگرى، ئەگرى-دوناي، ئەگرى-بۈگرى.

سَطْحٌ مَائِلٌ فِي الْهَنْدَسَةِ: يانتۇ تەكشىلىك، يانتۇ يۈزى.

مَائِلٌ إِلَى الشِّفَاءِ: ساقىيىشقا باشلىغان.

مَائِيٌّ: سۇغا خاس، سۇلۇق، سۇيى كۆپ، سۇدا ياشايدىغان.

بُخَارٌ مَائِيٌّ: پار، ھور.

تَصْوِيرٌ مَائِيٌّ: سۇ بوياق رەسىم.

مَكْبَسٌ مَائِيٌّ: گىدرو پېرىس (سۇ كۈچى بىلەن پېرىسلاش ماشىنىسى).

الْأَلْعَابُ الْمَائِيَّةُ: سۇ ئۈستى تەنھەرىكىتى.

مَسَالِكُ مَائِيَّةٌ: سۇ يولى .

نَبَاتَاتٌ مَائِيَّةٌ: سۇ ئۆسۈملۈكلىرى.

مَائِيَّةُ النَّبَاتِ: شىرنە، شەربەت.

مَآبٌ ج مَآوِبُ: قايتىدىغان جاي، ئاخىرقى بارىدىغان جاي.

﴿وَإِنَّ لَهُ عِنْدَنَا لَزُلْفَى وَحُسْنَ مَآبٍ﴾ ‹قرآن›: ئۇ بىزنىڭ دەرگاھىمىزدا ئەلۋەتتە يېقىنلىققا ۋە ياخشى ئاقىۋەتكە ئىگە بولىدۇ.

مُؤَاتٍ: مۇۋاپىق؛ ئوڭۇشلۇق، قولايلىق.

كَانَتِ الْفُرْصَةُ مُؤَاتِيَةً لَهُ: ئۇنىڭغا پۇرسەت كەلدى.

الظُّرُوفُ مُؤَاتِيَةٌ لِوَحْدَةٍ عَرَبِيَّةٍ شَامِلَةٍ: ئەرەبلەرنىڭ ئومۇميۈزلۈك بىرلىككە شەرت-شارائىت پىشىپ يېتىلگەن.

فُرْصَةٌ مُؤَاتِيَةٌ: قولاي شارائىت، مۇۋاپىق پەيت.

مُؤَاجِرٌ: ئىجارە ئالغۇچى، ئىجارىگە ئېلىپ

ئىشلەتكۈچى.

مُؤَاخَاةٌ: دوستلاشماق، قېرىنداشلىق ئورناتماق.

مُؤَاخَذٌ: ئەيىبلەنگۈچى، جازالانغۇچى.

اَلْمَرْأُ مُؤَاخَذٌ بِلِسَانِهِ: ئىنسان ئۆزىنىڭ تىلى بىلەن سوراققا قالىدۇ (ئادەم ئېغىزىدىن كېتىدۇ).

مُؤَاخَذَةٌ: ئەيىبلىمەك، مالامەت قىلماق، نارازى بولماق، جاۋابكارلىققا تارتىلماق.

مُؤَاكَرَةٌ: ئورتاقچىلىق (دېھقانچىلىقتىكى).

مُؤَاكِلٌ: بىللە تاماق يېگۈچى، ھەمداستىخان.

مَآلٌ: قايتىدىغان جاي، نەتىجە، ئاقىۋەت.

مَآلُ الْكَلَامِ: سۆزنىڭ مەنىسى، سۆزنىڭ تورامى.

فِي الْحَالِ وَفِي الْمَآلِ: ھازىر ۋە كەلگۈسىدە.

مُؤَالَفَةٌ: دوستلىشىش.

مُؤَامَرَةٌ ج مُؤَامَرَاتٌ: سۇيىقەست قىلىش، تىل بىرىكتۈرۈش، گېپىنى بىر قىلىۋېلىش.

«يَسْعَى الْفِلَسْطِينِيُّونَ لِإِسْتِرْدَادِ حُقُوقِهِمْ بِالرَّغْمِ مِنَ الْمُؤَامَرَاتِ الَّتِي تُحَاكُ ضِدَّهُمْ»: پەلەستىنلىكلەر ئۆزلىرىگە قارشى ئېلىپ بېرىلىۋاتقان سۇيىقەستلەرگە قارىماي ئۆز ھوقۇقىنى قايتۇرۇۋېلىش ئۈچۈن ھەرىكەتلەنمەكتە.

مِئْبَارٌ: يىڭنە قۇتىسى، يىڭنە قېپى.

مُؤَبَّدٌ: مەڭگۈلۈك بولغان، ئەبەدىي.

سِجْنٌ مُؤَبَّدٌ: مۇددەتسىز قاماق.

حُكْمٌ مُؤَبَّدٌ: مۇددەتسىز قاماق.

اَلْأَشْغَالُ الشَّاقَّةُ الْمُؤَبَّدَةُ: مۇددەتسىز قاماق جازاسى، ئۆمۈرۋايەت ئەمگەك بىلەن ئۆزگەرتىش.

حُكِمَ عَلَيْهِ بِالْأَشْغَالِ الشَّاقَّةِ الْمُؤَبَّدَةِ: ئۇ مۇددەتسىز قاماق جازاسىغا ھۆكۈم قىلىندى.

مِئْبَرٌ: يىڭنە قۇتىسى، يىڭنە قېپى.

مَأْبِضٌ ج مَآبِضُ: تىقىم، تىزنىڭ كەينى.

مَأْبُونٌ: بىرەر ئەيىب چاپلانغان ئادەم.

مِئَةٌ ومِائَةٌ ج مِئَاتٌ ومِئُونَ وَمُؤُونٌ ومِأًى: يۈز.

«خَمْسُ مِائَةِ رَجُلٍ»: بەش يۈز ئادەم.

«وَاحِدٌ بِالْمِائَةِ / وَاحِدٌ فِي الْمِائَةِ»: يۈزنىڭ بىرى، يۈزدىن بىرسى.

مِائَةٌ بِالْمِائَةِ: يۈزدەيۈز، يۈز پىرسەنت، تولۇق، پۈتۈنلەي، كەم-كۈتىسىز.

هُوَ رَجُلٌ عَسْكَرِيٌّ بِالْمِائَةِ: ئۇ كەم-كۈتىسىز ھەربىي.

حَصَلَ عَلَى مَجْمُوعِ دَرَجَاتٍ يُعَادِلُ خَمْسًا وَسَبْعِينَ بِالْمِائَةِ أَوْ فِي الْمِائَةِ: ئومۇمىي نومۇرى يۈزدە يەتمىش بەشكە توغرا كېلىدۇ.

مِئَوِيٌّ: يۈزگە مەنسۇپ، يۈزلۈك.

اَلذِّكْرَى الْمِئَوِيَّةُ لِوَفَاةِ الشَّاعِرِ: شائىر ۋاپاتىنىڭ يۈز يىللىقىنى خاتىرىلەش.

«بِالْأُلُوفِ وَالْمِئِينَ»: سان-ساناقسىز.

مُؤْتَفَكَاتٌ: خاراب قىلىنغان شەھەرلەر.

مَأْتَمٌ ج مَآتِمُ: ماتەم مۇراسىمى.

تُقَامُ الْمَآتِمُ كُلَّ عَامٍ إِحْتِفَالًا بِذِكْرَى إِسْتِشْهَادِ الْحُسَيْنِ: ھەر يىلى ھۈسەيىننىڭ شېھىت بولغانلىقىنى خاتىرىلەش يۈزىسىدىن ماتەم مۇراسىمى ئۆتكۈزۈلىدۇ.

مُؤْتَمِرٌ: قۇرۇلتايى ئىشتىراكچىسى چوڭ يىغىن ئىشتىراكچىسى.

مُؤْتَمَرٌ ج مُؤْتَمَرَاتٌ: يىغىن، قۇرۇلتاي.

مُؤْتَمَرٌ صُحُفِيٌّ: ئاخبارات يىغىنى، مۇخبىرلارنى كۈتۈۋېلىش يىغىنى.

مُؤْتَمَرُ الصَّلِيبِ الْأَحْمَرِ الدَّوْلِيّ: خەلقئارا قىزىل كرېست جەمئىيىتى.

مُؤْتَمَرُ الذِّرْوَةِ: دۆلەت باشلىقلىرى يىغىنى، باشلىقلار يىغىنى، ئالىي يىغىن.

مُؤْتَمَرُ الْقِمَّةِ: دۆلەت باشلىقلىرى يىغىنى.

مُؤْتَمَرٌ سِيَاسِيٌّ: سىياسىي يىغىن.

مُؤْتَمَرُ السَّلَامِ: تىنچلىق يىغىنى.

الْمُؤْتَمَرُ التَّحْضِيْرِيّ: تەييارلىق يىغىنى.

مُؤْتَمَرُ عَدَمِ الْإِنْحِيَازِ: بىتەرەپلىك يىغىنى.

«يَعْقِدُ الْمُعَلِّمُوْنَ مُؤْتَمَرًا سَنَوِيًّا لِلنَّظَرِ فِي قَضَايَا تَتَّصِلُ بِشُؤُوْنِ التَّعْلِيْمِ»: ئوقۇتقۇچىلار مائارىپ ئىشلىرىغا ئائىت مەسىلىلەرگە قاراپ چىقىش ئۈچۈن يىللىق قۇرۇلتاي ئاچماقتا.

طَبْعًا عَلَيْنَا أَنْ نَنْفُذَ قَرَارَ الْمُؤْتَمَرِ: قۇرۇلتاينىڭ قارارىنى ئەلۋەتتە ئىجرا قىلىشىمىز كېرەك.

مُؤْتَمَنٌ: ئىشەنچلىك.

«رُبَّ مُؤْتَمَنٍ ظَنِيْنٌ وَمُتَّهَمٍ أَمِيْنٌ»: ئىشەنچلىك ئادەم گۇمانلىق بولۇشى، گۇمانلىق ئادەم ئىشەنچلىك بولۇشى مۇمكىن.

مَأْتًى ج مَآتٍ: ئاخىرقى نۇقتىغا يەتمەك، كېلىش مەنبەسى، كېلىش ئورنى، ئالدى تەرەپ، ئۇدۇل.

مُؤَنَّثٌ: جاھازلانغان، سەرەمجانلاشقان.

مُؤَثِّرٌ: تەسىرلىك، تەسىرچانلىقى كۈچلۈك.

أَلْقَى خِطَابًا حَمَاسِيًّا مُؤَثِّرًا: ئۇ تەسىرلىك قىزغىن نۇتۇق سۆزلىدى.

كَانَ صَدَى هَذَا الْخِطَابِ الْمُؤَثِّرِ عَنِيْفًا بَيْنَ الْجَمَاهِيْرِ: بۇ كىشىنى ھاياجانغا سالىدىغان نۇتۇق ئامما ئارىسىدا كۈچلۈك تەسىر قوزغىدى.

مُؤَثِّرَاتٌ: ئامىل، مۇھىم ئامىل.

يَخْضَعُ الْوَضْعُ الْإِقْتِصَادِيّ فِي الْبِلَادِ لِمُؤَثِّرَاتٍ دَاخِلِيَّةٍ وَخَارِجِيَّةٍ: مەملىكەتنىڭ ئىقتىسادىي ۋەزىيىتى ئىچكى-تاشقى ئامىللارغا بويسۇنىدۇ.

مُؤَثَّلٌ: ئېگىز ئېسىل ئائىلىدىن كېلىپ چىققان. ئالىيجاناب ئائىلىدىن كېلىپ چىققان.

مَجْدٌ مُؤَثَّلٌ: چوڭقۇر يىلتىز تارتقان شان-شەرەپ.

مَأْثَرَةٌ ج مَآثِرُ: ئەخلاق-پەزىلەت؛ خەيرلىك ئىشلار؛ تۆھپە؛ ئۇلۇغ ئىش.

لَقَدْ نُشِرَتْ مَآثِرُكَ فِي الصَّحِيْفَةِ: سېنىڭ ئىش ئىزلىرىڭ گېزىتتە ئېلان قىلىندى.

مَأْثَمٌ . مَأْثَمَةٌ ج مَآثِمُ: گۇناھ، جىنايەت، يامان ئىش، يامانلىق.

«عَلَيْهِ مِنَ التَّقْوَى لِبَاسٌ يَزِيْنُهُ   تَجَنَّبَ طُوْلَ الْعُمْرِ عَنْ كُلِّ مَأْثَمٍ»: (ئۇ) تەقۋالىق كىيىمى بىلەن زىننەتلەنگەن بولۇپ، ئۆمۈر بويى گۇناھ-مەئسىيەتتىن خالىي ياشىغان.

مَأْثُوْرٌ: ئاغزاكى تارقالغان خەۋەر، ئەجدادلاردىن تارقىلىپ كېلىۋاتقان.

قَوْلٌ مَأْثُوْرٌ: مەشھۇر سۆز، ھېكمەتلىك سۆز.

حَدِيْثٌ مَأْثُوْرٌ: كىشىلەر ئارىسىدا تارقىلىپ يۈرگەن ھەدىس؛ مەشھۇر سۆز.

كَلِمَةٌ مَأْثُوْرَةٌ: ھېكمەتلىك سۆز، ئىبرەتلىك سۆز؛ تەمسىل، ماقال.

الْعِبَارَةُ الْمَأْثُوْرَةُ: ھېكمەتلىك سۆز، ئىبرەتلىك سۆز؛ تەمسىل، ماقال.

مَأْثُوْرَاتٌ شَعْبِيَّةٌ: فولكلور.

مُؤَجِّرٌ: ئىجارىگە بەرگۈچى، ئىجارىكەش.

مُؤَجَّرٌ: ياللاپ ئېلىنغان، ئىجارىگە ئېلىنغان.

مُؤَجَّلٌ: كېچىكتۈرۈلگەن، ئارقىغا سۈرۈلگەن، ئۇزاق مۇددەتلىك.

مُؤْجِرٌ: ئىجارىگە بەرگۈچى، ئىجارىكەش.

مَأْجَنَةٌ ج مَآجِنُ: كىر يۇيىدىغان تاش، سەندەل.

مَأْجُوْجُ: يافەس ئەۋلادىنىڭ بىر قەبىلىسى.

﴿إِنَّ يَأْجُوجَ وَمَأْجُوجَ مُفْسِدُونَ فِي الْأَرْضِ﴾ «قرآن»: يەئجۇج - مەئجۇج يەر يۈزىدە ھەقىقەتەن بۇزغۇنچىلىق قىلغۇچىلاردۇر.

مَأْجُوْرٌ: ياللىۋېلىنغان، ئىجارىگە ئېلىنغان.

عَمِيْلٌ مَأْجُوْرٌ: مۇئەييەن ھەق ياكى مۇكاپات بەدىلىگە (ياۋنىڭ مەنپەئىتىگە) ئىشلەيدىغان ئادەم؛ خائىن.

مُؤَخَّرٌ: ئارقا، كەينى، ئارقىسى.

مُؤَخَّرُ السَّفِينَةِ: كېمىنىڭ قۇيرۇق تەرىپى.

مُؤَخَّرًا: پات ئارىدا، يېقىندا.

«أَعْلَنَتِ الْحُكُومَةُ مُؤَخَّرًا عَنْ عَزْمِهَا عَلَى نَشْرِ التَّعْلِيمِ الْإِلْزَامِيِّ»: ھۆكۈمەت ئاخىر مەجبۇرىي مائارىپنى ئومۇملاشتۇرۇش توغرىسىدىكى مەقسىتىنى ئېلان قىلدى.

«رَكَلَهُ فِي مُؤَخَّرِهِ»: ئۇ ئۇنىڭ ئارقا تەرىپىگە تېپىۋەتتى.

مُؤَخَّرَةُ الرَّأْسِ: پاتاق، گەجگە.

مُؤَخَّرَةُ أَمْنَةٌ: ئىشەنچلىك ئارقا سەپ.

مُؤَخَّرَةُ الْجَيْشِ: ئارقا سەپ قوشۇنى.

مُؤَخَّرَةُ الْبُنْدُقِيَّةِ: مىلتىقنىڭ پاينىكى.

مَأْخَذٌ ج مَآخِذُ: مەنبە، ئەسلىي؛ ئۇسۇل-چارە، ۋاستە؛ مەزمۇن.

«كَانَ لِلنَّاقِدِ مَآخِذُ كَثِيرَةٌ عَلَى الْكِتَابِ وَمُؤَلِّفِهِ»: ئوبزورچى ئۇچۇن كىتابتا ۋە ئۇنىڭ يازغۇچىسىدا نۇرغۇن كەتكۈزۈپ قويغان جايلار بار.

مَأْخُوذٌ: ئېلىنغان؛ ھاڭ-تاڭ قالغان، تېڭىرقاپ قالغان.

مَأْدُبَةٌ ج مَآدِبُ: زىياپەت.

«أَقَامَ مَأْدُبَةَ عِشَاءٍ تَكْرِيمًا لِلْوَفْدِ الزَّائِرِ»: ئۇ زىيارەت ئۆمىكىنى كۈتۈۋېلىش يۈزىسىدىن كەچلىك زىياپەت ئۆتكۈزدى.

مُؤَدِّبٌ: تەربىيىچى، تەلىم بەرگۈچى، ئەدەپ ئۆگەتكۈچى.

مُؤَدَّبٌ: ئەدەپلىك، ئەخلاقلىق، تەربىيە كۆرگەن.

«كَانَ مُؤَدَّبًا فِي تَعَامُلِهِ مَعَ النَّاسِ»: ئۇ كىشىلەر بىلەن بولغان ئالاقىدە ئەدەپلىك ئىدى، ئۇ كىشىلەرگە ئەدەپلىك مۇئامىلە قىلاتتى.

مُؤَدٍّ إِلَى كَذَا: ئېلىپ بارغۇچى، يېتەكلىگۈچى.

مُؤَدًّى: مەزمۇن، مەنە؛ ماھىيەت.

مُؤَذِّنٌ: مۇئەززىن، ئەزان ئېيتقۇچى.

«كَانَ بِلَالُ مُؤَذِّنَ الرَّسُولِ»: بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇئەززىنى ئىدى.

مِئْذَنَةٌ ج مَآذِنُ: مەسجىد مۇنارى، پەشتاخ، ئەزان ئېيتىدىغان جاي.

مَأْذُونٌ: يۇقىرى پەنلەر ياكى قانۇنشۇناسلىق بويىچە دىپلوم ئالغان ئادەم، نىكاھلىنىش، ئاجرىشىش رەسمىيەتلىرىنى بېجىرگۈچى.

مُؤْذٍ: زىيانلىق، زىيان يەتكۈزگۈچى، رەنجىتكۈچى، خاپا قىلغۇچى، كەمسىتكۈچى.

غَيْرُ مُؤْذٍ: زىيانسىز.

«كُلّ مُؤْذٍ فِي النَّارِ» ‹حديث›: كىشىگە ئەزىيەت يەتكۈزگۈچى ھەرقانداق ئادەم دوزاختا كىرىدۇ.

مَأْرَبٌ وَ مَأْرَبَةٌ ج مَآرِبُ: مەقسەت، ئارزۇ، تىلەك، غايە، نىشان.

«يَسْتَعِينُ الْأَجْنَبِيّ بِعُمَلَائِهِ عَلَى قَضَاءِ مَآرِبِهِ»: ئەجنەبىيلەر ئۆز مەقسىتىگە يېتىشتە غالچىلىرىدىن پايدىلىنىدۇ.

مُؤَرِّخٌ: تارىخچى، تارىخشۇناس.

مُؤَرَّخٌ: خاتىرىلەنگەن، تارىخى پۈتۈلگەن.

مُؤَرْنَبٌ: توشقانلىق جاي.

كِسَاءٌ مُؤَرْنَبٌ: توشقان تىۋىتى ئارىلاشتۇرۇپ توقۇلغان كىيىم.

أَرْضٌ مُؤَرْنَبَةٌ: توشقان كۆپ جاي.

مَأْرُوقٌ: سېرىق كېسىلىگە گىرىپتار بولغۇچى.

مِئْزَابٌ ج مَآزِيبُ: تۇرۇبا، نور.

مِئْزَرٌ ج مَآزِرُ: ئىش كىيىمى، پەرتۇق، تىزنى ئورايدىغان لاتا.

مَأْزِقٌ ج مَآزِقُ: بوغۇز، تار ئېغىز، تار يول، مېڭىش قىيىن يول، ئۇرۇش مەيدانى، قىيىن

شاراىئت، جىددىي پەيت.

الْوُقُوعُ فِي مَأْزِقٍ: قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈپ قېلىش.

مَأْسَاةٌ ج مَآسٍ: تراگېدىيە، پاجىئە، پاجىئەلىك ۋەقە.

قَاسَى اللَّاجِئُونَ مِنَ مَآسِي التَّشَرُّدِ وَ الْحِرْمَانِ: مۇساپىرلار ئۆي-ماكانىدىن ئايرىلىش ۋە مەھرۇم بولۇش پاجىئەلىرىنىڭ دەردىنى تارتتى.

مَأْسَاوِيٌّ: پاجىئەگە مەنسۇپ، تراگېدىيىگە مەنسۇپ.

مَأْسَدَةٌ ج مَأْسِدُ: شىر ئۇۋىسى، شىر باقىدىغان جاي.

مُؤَسِّسٌ: قۇرغۇچى، بەرپا قىلغۇچى، ئاساس سالغۇچى.

مُؤَسِّسُ الشَّرِكَةِ: شىركەت قۇرغۇچى.

مُؤَسَّسٌ: قۇرۇلغان، بەرپا قىلىنغان، تەسىس قىلىنغان.

مُؤَسَّسَةٌ ج مُؤَسَّسَاتٌ: شىركەت، كارخانا، مۇئەسسەسە، تەشكىلات.

مُؤَسَّسَةٌ دَوْلِيَّةٌ: خەلقئارالىق تەشكىلات.

مُؤَسَّسَاتٌ مَصْرِفِيَّةٌ: بانكا مۇئەسسەسەلىرى.

«الْجَامِعَةُ مُؤَسَّسَةٌ عِلْمِيَّةٌ مُسْتَقِلَّةٌ»: ئۇنىۋېرسىتېت مۇستەقىل ئىلمىي ئورگاندۇر.

مُؤَسَّسَةٌ خَيْرِيَّةٌ: خەيرىيەت تەشكىلاتى.

مُؤَسَّسَاتٌ دَسْتُورِيَّةٌ: قانۇن ئورگانلىرى.

مُؤَسَّسَاتُ الْجَامِعَةِ: ئۇنىۋېرسىتېتقا تەۋە ئورگانلار.

مُؤَسَّلٌ: ئۇچى بار، ئۇچلۇق.

مَأْسُورٌ: ئەسىر، ئەسىر ئېلىنغان.

مَأْسُوفٌ عَلَيْهِ: ئەپسۇسلىنارلىق.

غَيْرُ مَأْسُوفٍ عَلَيْهِ: ئېچىنماسلىق، قايغۇرماسلىق.

تُوُفِّيَ الْمَأْسُوفُ عَلَيْهِ: مەرھۇم ۋاپات بولدى.

الْمَأْسُوفُ عَلَى شَبَابِهِ: ھەي ئەست ئۇنىڭ ياشلىقىغا.

مُؤْسٍ: ئېچىنىشلىق، پاجىئەلىك، پاجىئەگە ئۇچرىغۇچى.

مُؤْشِرٌ: ئىمزا قويغۇچى، ۋىزا بەرگۈچى.

«هُنَاكَ عَدَدٌ مِنَ الْمُؤْشِرَاتِ الَّتِي تَدُلُّ عَلَى تَحَسُّنِ الْوَضْعِ الْاِقْتِصَادِيِّ»: بۇ يەردە ئىقتىسادىي ئەھۋالنىڭ ياخشىلانغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان بىرقانچە ئالامەت بار.

مُؤْصَدَةٌ: سولانغان.

﴿عَلَيْهِمْ نَارٌ مُؤْصَدَةٌ﴾ «قرآن»: ئۇلار دوزاخقا سولىنىدۇ.

مَأْصِرٌ. مَأْصَرَةٌ ج مَآصِرُ: چازا، قاراۋۇلخانا.

مِئْفَاقٌ: پېرىسكوپ.

مَأْفُونٌ: ئەخمەق، گاللۋاك، ھاڭۋاقتى.

مَئِقَ يَمْئَقُ مَأْقًا الصَّبِيُّ: بالا يىغلىدى، ئۆكسۈپ يىغلىدى، بوغۇلۇپ يىغلىدى.

مَأْقُ الْعَيْنِ ج آمَاقٌ وَأَمْآقٌ وَمَآقٍ: كۆز قۇيرۇقى، كۆز جىيىكى.

«مُؤْقُ الْعَيْنِ»: كۆزنىڭ قۇيرۇقى.

مَأْقَةٌ: يىغلىماق، ئۆكسۈپ يىغلىماق، بوغۇلۇپ يىغلىماق.

مِئْكَالٌ ج مَآكِيلُ: قوشۇق.

مُؤَكِّدٌ: جەزملەشتۈرگۈچى، تەكىتلىگۈچى، كۈچەيتكۈچى.

مُؤَكَّدٌ: تەكىتلەنگەن، كۈچەيتىلگەن، مۇقىملاشقان، ئېنىق، چىڭ، پۇختا.

«مِنَ الْمُؤَكَّدِ أَنَّ نِسْبَةَ الْمُتَعَلِّمِينَ تَزْدَادُ يَوْمًا بَعْدَ يَوْمٍ»: شۈبھىسىزكى، ئوقۇغۇچىلارنىڭ سانى كۈندىن-كۈنگە كۆپىيىدۇ.

يَمِينٌ مُؤَكَّدَةٌ: مۇستەھكەم قەسەم.

بِصِفَةٍ مُؤَكَّدَةٍ: ھەقىقىي، ئەمەلىي، ئېنىق رەۋىشتە.

مَأْكَلٌ ج مَآكِلُ: تاماق يېمەك.

«وَفِّرَ لِسَائِقِهِ الْمَسْكَنَ وَالْمَأْكَلَ وَالْمَشْرَبَ»: ئۇ شوپۇرىغا تۇرالغۇ، يېمەكلىك ۋە ئىچمىلىكلەرنى تولۇق ھازىرلاپ بەردى.

مَأْكُولٌ ج مَآكِيلُ: يېيىلىدىغان نەرسىلەر، تائام.

مَأْكُولَاتٌ وَمَشْرُوبَاتٌ: يېمەكلىك ۋە ئىچمىلىكلەر.

«تُقَدِّمُ الْمَطَاعِمُ أَنْوَاعًا مِنَ الْمَأْكُولَاتِ وَالْمَشْرُوبَاتِ»: تاماقخانىلار تۈرلۈك يېمەك-ئىچمەكلەرنى تەييارلاپ بېرىدۇ.

مَأْلَفٌ ج مَآلِفُ: تۇرالغۇ، تۇرغان جاي.

مَأْلُكَةٌ ج مَآلِكُ: ئەلچىلىك.

مُؤَلِّفٌ: ئاپتور، يازغۇچى.

الْمُؤَلِّفُ الْمُوسِيقِيُّ: كومپوزىتور.

مُؤَلِّفُ الْكُتُبِ: كىتاب ئاپتورلىرى.

الْمُؤَلِّفُ مَجْهُولٌ: ئاپتورى نامەلۇم.

حُقُوقُ الْمُؤَلِّفِ: ئاپتورلۇق ھوقۇقى.

مُؤَلَّفٌ ج مُؤَلَّفَاتٌ: ئەسەر، يېزىلغان، تۈزۈلگەن.

مُؤْلِمٌ: ئاغرىتقۇچى، ئازابلىغۇچى، قايغۇلۇق، ئەلەملىك.

مَأْلُوفٌ: ئاددىي، ئادەتتىكى.

غَيْرُ مَأْلُوفٍ: ئاجايىپ، غەلىتە، غەيرىي، ئادەتتىكىدەك ئەمەس.

«كُلُّ مَا هُوَ غَيْرُ مَأْلُوفٍ يُثِيرُ الضَّجِيجَ»: ئادەت بولمىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ئاللا-توۋا قوزغايدۇ.

«صَوْتُكَ مَأْلُوفٌ لِي»: سىنىڭ ئاۋازىڭ مەن ئۈچۈن تونۇشلۇقتۇر.

كُلُّ حَرَكَةٍ تَهْدِفُ إِلَى تَغْيِيرِ الْوَضْعِ الْمَأْلُوفِ فَلَا بُدَّ أَنْ تَجِدَ الْمُعَارِضِينَ: ئادەتتىكى ۋەزىيەتنى ئۆزگەرتىشنى مەقسەت قىلغان ھەربىر ھەرىكەتكە توسقۇنلۇق قىلىدىغانلارنىڭ بولۇشى چوقۇم.

مَأْمَأَ يُمَأْمِئُ مَأْمَأَةَ الْخَرُوفِ: قوزا مەرىدى.

مَأْمَأَةٌ: قويىنىڭ مەرىگەن ئاۋازى.

مَأْمَلٌ: ئۈمىد، ئۈمىد قىلىنغان.

مُؤَمِّلٌ: ئۈمىد قىلغۇچى، ئارزۇ قىلغۇچى، ئۈمىدۋار بولغۇچى.

مُؤَمَّلٌ: ئۈمىد قىلىنغۇچى، كۈتۈلگۈچى.

مِنَ الْمُؤَمَّلِ أَنْ يَنْتَهِيَ هَذَا الْاِجْتِمَاعُ إِلَى قَرَارٍ حَاسِمٍ: بۇ يىغىنىنىڭ قەتئىي قارار بىلەن ئاياغلىشىشى ئۈمىد قىلىنىۋاتىدۇ.

مُؤَمَّنٌ: سۇغۇرتا قىلىنغان، كاپالەتكە ئىگە قىلىنغان.

هَذَا الْبَيْتُ مُؤَمَّنٌ عَلَيْهِ: بۇ ئۆي سۇغۇرتىغا قاتناشتۇرۇلغان.

مَأْمَنٌ: بىخەتەر جاي.

مُؤْمِنٌ: ئېتىقاد قىلغۇچى، ئىشەنگۈچى، ئىمان ئېيتقۇچى.

تَبْلُغُ الْحِلْيَةُ مِنَ الْمُؤْمِنِ حَيْثُ يَبْلُغُ الْوُضُوءُ: مۆئمىننىڭ جەننەتتىكى زىبۇزىننىتى تاھارەت ئالغان چاغدىكى سۇ يېتىپ بارغان جايغىچە بولىدۇ.

﴿الْمَلِكُ الْقُدُّوسُ السَّلَامُ الْمُؤْمِنُ الْمُهَيْمِنُ﴾ ‹قرآن›: ئۇ (مۇتلەق) پادىشاھدۇر، (يەنى پۈتۈن مەخلۇقاتلارنىڭ مالىكىدۇر)، پاكتۇر، (يەنى ھەممە نۇقسانلاردىن پاكتۇر)، (مۆئمىنلەرگە) سالامەتلىك بېغىشلىغۇچىدۇر، (دوستلارنى ئازابتىن، قورقۇنچتىن) ئەمىن قىلغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر.

مَأْمُورٌ: قوماندانلىق قىلىنغان، بۇيرۇلغان، ئەمەلدار، ھۆكۈمەت ئەمەلدارى، خىزمەتچى؛ ۋەكىل، ئەلچى.

مَأْمُورُ الْبُولِيسِ: ساقچى باشلىقى.

مَأْمُورُ السِّجْنِ: تۈرمە باشلىقى.

مَأْمُورُ الشُّرْطَةِ: ساقچى باشلىقى.

مَأْمُورُ الْمَرْكَزِ: ھاكىم (مىسىردا).

مَأْمُورِيَّةٌ: ۋەزىپە، بۇرچ.

أَرْسَلَتْهُ حُكُومَتُهُ فِي مَأْمُورِيَّةٍ عَاجِلَةٍ: ئۇنىڭ ھۆكۈمىتى ئۇنى جىددىي بىر ۋەزىپىگە ئەۋەتتى.

مَأْمُولٌ: ئۈمىد قىلىنغان، كۈتۈلگەن.

كَانَ الْمَأْمُولُ (أَوْ مِنَ الْمَأْمُولِ) أَنْ نَكُونَ أَسْعَدَ حَالًا مِمَّا كَانَ فِيهِ أَبَاؤُنَا: ئاتا-بوۋىلىرىمىزغا قارىغاندا بىزنىڭ بەختلىكرەك بولۇشىمىز ئۈمىدلىكتۇر.

مَأْمُومٌ: ئىقتىدا قىلغۇچى؛ مېڭىسى زەخملەنگۈچى.

مَأْمُونٌ: بىخەتەر، تىنچ.

غَيْرُ مَأْمُونٍ: خەتەرلىك.

غَيْرُ مَأْمُونِ الْعَاقِبَةِ: ئاقىۋىتى بىخەتەر ئەمەس.

مَأَنَ، يَمْأَنُ مَأْنًا الرَّجُلَ: ئاشلىق بىلەن تەمىنلىدى، تەمىنلىدى، تەمىن ئەتتى، تەمىنات يەتكۈزۈپ بەردى.

مَأْنَةٌ ج مَأْنَاتٌ وَمُؤُونٌ: كىندىك، كىندىكنىڭ ئەتراپى.

مُؤْنِسٌ: دوستلاشقۇچى، سىلىق، مۇلايىم، يېقىملىق، ئۆلپەت.

مُؤَنَّثٌ: ئايال جىنسى كاتېگورىيىسى، چىشى جىنسى، مۇئەننەس.

مَأْنُوسٌ: كۆنگەن، ئادەتلەنگەن.

مُؤَهَّلٌ ج مُؤَهَّلَاتٌ: لاياقەتلىك.

مُؤَهَّلٌ دِرَاسِيٌّ: ئوقۇش تارىخى.

مُؤَهَّلَاتُ النَّاخِبِينَ: سايلاش لاياقىتى.

لَيْسَ كُلُّ مُوَظَّفٍ مُؤَهَّلًا لِلْقِيَامِ بِمَسْؤُولِيَّتِهِ: ھەممە خىزمەتچى ئۆز مەسئۇلىيىتىنى ئادا قىلىشقا لايىق كېلىۋەرمەيدۇ.

مَأْهُولٌ: ئاۋات، زىچ، ئادەم ئولتۇراقلاشقان.

مَأْوَاةٌ ج مَآوٍ: تۇرالغۇ جاي، پاناھگاھ.

مَؤُونَةٌ ج مُؤَنٌ: يېمەكلىك، ئوزۇقلۇق، رىزىق، تۆنۈمە، ئېغىرچىلىق، قىيىنچىلىق.

الْمَؤُونَةُ السَّنَوِيَّةُ مِنَ الْحُبُوبِ: يىللىق ئاشلىق ئوزۇق-تۈلۈك.

الْمَؤُونَةُ الْحَرْبِيَّةُ مِنْ سِلَاحٍ وَعَتَادٍ: ھەربىي لازىمەتلىكلەر.

مَأْوًى ج مَآوٍ: تۇرالغۇ جاي، پاناھگاھ.

مَأْوَى الْمَجَانِينِ: روھىي كېسەللىك دوختۇرخانىسى.

كَانَ فُلَانٌ مَأْوَى الْفُقَرَاءِ وَالْمُحْتَاجِينَ: پالانى كىشى پېقىر ۋە ھاجەتمەنلەرنىڭ ئىلتىجاگاھى ئىدى.

كَانَتِ الشَّامُ مَأْوَى تُجَّارِ الْعَرَبِ قَدِيمًا: شام بۇرۇنقى ئەرەب تىجارەتچىلىرىنىڭ تىجارەت مەنبەسى ئىدى.

مِئَوِيٌّ: يۈز يىل، يۈز يىللىق، يۈزلۈك، يۈز خانىلىق، يۈزىنچى.

الْعِيدُ الْمِئَوِيُّ: يۈز يىللىق خاتىرە، يۈز يىللىقنى تەبرىكلەش بايرىمى.

مِئَوِيَّةٌ: يۈز يىللىق.

الذِّكْرَى الْمِئَوِيَّةُ لِوَفَاةِ الشَّاعِرِ: شائىرنىڭ ۋاپاتىنىڭ يۈز يىللىق خاتىرىسى.

نِسْبَةٌ مِئَوِيَّةٌ لِلْأَرْبَاحِ: يۈز پىرسەنتلىك پايدا، يۈزدەيۈز پايدا.

مُؤَيِّدٌ: ياردەم بەرگۈچى، قوللىغۇچى، كۈچەيتكۈچى.

مَبَاءَةٌ: ئوچاق، بۆشۈك، باشلانغان جاي، مەنبە.

«أَغْلَقَتِ الشُّرْطَةُ هَذَا الْمَنْزِلَ لِأَنَّهُ كَانَ مَبَاءَةً لِلرَّذِيلَةِ»: ساقچىلار بۇ جاينى تاقىدى، چۈنكى ئۇ يەر رەزىللىكلەرنىڭ مەنبەسى ئىدى.

مُبَاحٌ: جايىز، مۇباھ، دۇرۇس، ھالال، قانۇنلۇق، رۇخسەت قىلىنغان ئىش، قىلسا ساۋاب

قىلمسا گۇناھ بولمايدىغان ئىش.
مُبَاحُ الدُّخُولِ: ھەممە كىرسە بولىدۇ.
مُبَاحَثَةٌ ج مُبَاحَثَاتٌ: مۇزاكىرە قىلماق، مۇھاكىمە قىلماق، پىكىرلەشمەك، مەسلىھەتلەشمەك، مۇنازىرىلەشمەك.
«تَنَاوَلَتِ الْمُبَاحَثَاتُ بَيْنَ الْوَفْدَيْنِ أَزْمَةَ الشَّرْقِ الْأَوْسَطِ»: ئىككى تەرەپ ۋەكىللەر ئۆمىكى ئوتتۇرا شەرق كرىزىسى ئۈستىدە مۇزاكىرە ئېلىپ باردى.
مُبَادَأَةٌ: ئالدى بىلەن باشلىماق، ئالدى بىلەن پەيدا قىلماق.
يَتَمَيَّزُ الْفَنَّانُ الْحَقِّ بِرُوحِ الْمُبَادَأَةِ وَالْإِبْتِكَارِ: ھەقىقىي سەنئەتكار يېڭىلىق يارىتىش ۋە ئىجادچانلىق روھىغا ئىگە.
مُبَادَرَةٌ ج مُبَادَرَاتٌ: ئاكتىپلىق؛ تەشەببۇسكارلىق.
مُبَادَرَةٌ فَرْدِيَّةٌ: شەخسىي تەشەببۇسكارلىق.
«نَجَاحُ الْمُبَادَرَةِ أَنْ تَأْتِيَ فِي إِبَّانِهَا»: تەشەببۇسكارلىق دېگەن تۇز پەيتىدە بولغاندىلا ئاندىن نەتىجىلىك بولىدۇ.
فِي يَدِهِ زِمَامُ الْمُبَادَرَةِ: ئىش شۇنىڭغا تاپشۇرۇلغان.
مُبَادَلَةٌ ج مُبَادَلَاتٌ: ئالماشتۇرماق، تېگىشمەك.
مُبَادَلَةُ الْأَسْرَى: ئەسىرلەرنى ئالماشتۇرماق.
مُبَادَلَاتٌ تِجَارِيَّةٌ: سودا ئالماشتۇرۇش.
مُبَارَاةٌ ج مُبَارِيَاتٌ: مۇسابىقە، ئېلىشىش، بەيگە.
الْمُبَارَاةُ عَلَى كَأْسٍ: لەۋھە تالىشىش مۇسابىقىسى.
الْمُبَارِيَاتُ النِّهَائِيَّةُ: ھەل قىلغۇچ مۇسابىقە.
مُبَارَزَةٌ ج مُبَارَزَاتٌ: مۇسابىقە، ئېلىشىش، كۈچ سىنىشىش.
الْمُبَارَزَةُ بِالشِّيْشِ: قىلىچۋازلىق مۇسابىقىسى، قىلىچۋازلىق.
مُبَارَكٌ: مۇبارەك، بەختىيار، بەختتىن بەھرىمەن بولغۇچى، ئامەتلىك، خەيرلىك، بەختىيار، قۇتلۇق.
عِيدٌ مُبَارَكٌ: ھېيتىڭىزغا مۇبارەك بولسۇن، ھېيتىڭىزنى مۇبارەكلەيمەن.
مُبَاشِرٌ: بىۋاستە، دەرھال؛ باشقۇرغۇچى، ئىدارە قىلغۇچى.
أُسْلُوبٌ مُبَاشِرٌ: ئوچۇق-يورۇق، ئاشكارا ئۇسلۇب.
نَقْلُ إِذَاعِيٌّ مُبَاشِرٌ: بىۋاستە تارقىتىش.
بَثٌّ مُبَاشِرٌ: بىۋاستە ئاڭلىتىش.
مُبَاشَرَةٌ: بىۋاستە، توغرا، دەرھال، شۇ زامات.
غَيْرُ مُبَاشَرَةٍ: ۋاستىلىك.
طَرِيقَةٌ مُبَاشَرَةٌ فِي تَعْلِيمِ الْأَنْكِلِيزِيَّةِ: ئىنگلىز تىلىنى بىۋاستە ئۆگىنىش ئۇسۇلى.
«ذَهَبَ إِلَى رَئِيسِ الْجَامِعَةِ مُبَاشَرَةً»: ئۇنىۋېرسىتېت مۇدىرىغا ئۇدۇل باردى.
مُبَاضَعَةٌ: جىما قىلماق، جىنسىي ئالاقە قىلماق.
مُبَاعٌ: سېتىلغان نەرسە، سېتىۋېتىلگەن نەرسە.
مُبَالَاةٌ: كۆڭۈل بۆلۈش، ئەھمىيەت بېرىش، دىققەت قىلىش.
لَا مُبَالَاةٌ: كۆڭۈل بۆلمەسلىك، كارى بولماسلىق.
عَدَمُ الْمُبَالَاةِ: كۆڭۈل بۆلمەسلىك، كارى بولماسلىق.
«يَنْبَغِي أَنْ نَنْبُذَ اللَّامُبَالَاةَ وَالْوُقُوفَ مَوْقِفَ الْمُتَفَرِّجِ عَلَى الْأَحْدَاثِ»: يۈز بەرگەن ۋەقەلەرگە كارى بولماسلىق، بىر چەتتە قاراپ تۇرۇش پوزىتسىيىسىدە بولماسلىقىمىز لازىم.
مُبَالِغٌ: كۆپتۈرگۈچى، مۇبالىغە قىلغۇچى.
مُبَالَغَةٌ: كۆپتۈرۈش، چوڭايتىش، مۇبالىغە قىلىش.
بِدُونِ مُبَالَغَةٍ: كۆپتۈرمەستىن، مۇبالىغە قىلماستىن.
بِلَا مُبَالَغَةٍ: كۆپتۈرمەستىن، مۇبالىغە قىلماستىن.
صِيَغٌ مُبَالَغَةٌ: مۇبالىغە سىغىلىرى (ئەرەب تىلى گراماتىكىسىدىكى ئاشۇرۇش دەرىجىسىنىڭ شەكىللىرى).

مُبَالٍ م مُبَالِيَةٌ: كۆڭۈل بۆلگەن، ئەھمىيەت بەرگەن، دىققەت قىلغان.

مُبَاهَاةٌ: پەخىرلەشمەك.

«اَلْكِتَابَةُ عِنْدَ بَعْضِهِمْ وَسِيلَةٌ لِكَسْبِ الثَّرْوَةِ وَلِلْمُبَاهَاةِ بِعِبَارَةٍ بَارِعَةٍ»: بەزىلەرنىڭ قارىشىچە يېزىقچىلىق بايلىق ھاسىل قىلىشنىڭ، گۈزەل ئىبارىلەر بىلەن پەخىرلىنىشنىڭ ۋاستىسى بولۇپ قالغان.

مُبَايَعَةٌ ج مُبَايَعَاتٌ: سودا توختىتامى، سودا كېلىشىمى تۈزۈش، بەيئەت قىلىش.

مُبَايَنَةٌ: پەرق، زىددىيەت، ئايرىملىق.

مُبْتَاعٌ: سېتىۋالغۇچى، خېرىدار.

مُبْتَدِئٌ: باشلامچى، باشلىغۇچى؛ يېڭى ئۆگەنگۈچى، شاگىرت.

مُبْتَدَأٌ ج مُبْتَدَآتٌ: مۇقەددىمە، باشلىنىش.

مُبْتَدِعٌ: دىندا ئەسلىي بولمىغان ئىشنى پەيدا قىلغۇچى، بىدئەتچى؛ كەشپىياتچى.

مُبْتَذَلٌ: كونا كىيىم، ئۆي ئىچىلىك كىيىم، دائىم كىيىپ يۈرىدىغان كىيىم.

كَلَامٌ مُبْتَذَلٌ: تولا دېيىلىدىغان سۆز، كونا گەپ، چۈپەي سۆز، يەنە دېسە يەنە شۇ، ئاتام ئېيتقان بايىقى.

أُسْلُوبٌ مُبْتَذَلٌ: چاكىنا ئۇسلۇب.

فِكْرَةٌ مُبْتَذَلَةٌ: ئېقىۋاتقان ئوي-پىكىر.

نُكْتَةٌ مُبْتَذَلَةٌ: كىشىنى ئۇيالدۇرىدىغان نۇقتا.

مُبْتَسَرٌ: پىشمىغان، خام.

مُبْتَسِمٌ: كۈلۈمسىرىگۈچى، تەبەسسۇم قىلغۇچى.

مُبْتَعَثٌ: ئەۋەتىلگەن.

«كَانَ مِنَ الطُّلَّابِ الْمُبْتَعَثِينَ لِلدِّرَاسَةِ فِي جَامِعَاتِ الْغَرْبِ»: ئۇ غەرب ئۇنىۋېرسىتېتلىرىدا ئۆگىنىشكە ئەۋەتىلگەن ئوقۇغۇچىلاردىن ئىدى.

مُبْتَغًى: ئارزۇلۇق.

مُبْتَكَرٌ ج مُبْتَكَرَاتٌ: يېڭى ئىجاد قىلىنغان.

«يَتَمَيَّزُ الشِّعْرُ الْحَدِيثُ بِأَشْكَالِهِ وَمَعَانِيهِ الْمُبْتَكَرَةِ»: ھازىرقى زامان شېئىرىيىتى ئۆزىنىڭ شەكىللىرى ۋە يېڭى ئىجادىي مەنىلىرى بىلەن ئالاھىدىلىككە ئىگە.

مُبْتَلٌّ: نەم، نەمخۇش.

مُبْتَهِجٌ: خۇش بولغۇچى، شادلانغۇچى.

مَبْتُورٌ: قۇيرۇقسىز، قۇيرۇقى كېسىلگەن؛ نەسلى ئۈزۈلگەن، پەرزەنتسىز؛ تولۇقسىز، مۇكەممەل ئەمەس.

نَصٌّ مَبْتُورٌ: تولۇقسىز تېكىست.

الْمَبْتُورُ: ناھايىتى باي.

مُبَجَّلٌ: ھۆرمەتلەنگەن، ئۇلۇغلانغان، ھۆرمەتكە لايىق.

مُبَحْبَحٌ: راھەتلەنگەن، پاراۋان بولغان.

مَبْحَثٌ ج مَبَاحِثُ: تېما، ماۋزۇ، تەتقىق قىلىنغان تېما؛ ماقالە، تەتقىقات تېمىسى.

رِجَالُ الْمَبَاحِثِ: چارلىغۇچىلار، رازۋېدكىچىلار، تەتقىقاتچىلار.

الْمَبَاحِثُ الْعَامَّةُ: ئومۇمىي رازۋېدكا ئىدارىسى.

حَكَمُ الْمَبَاحِثِ الْجِنَائِيَّةِ: جىنايى ئىشلار تەكشۈرۈش ئىدارىسى.

قَلَمُ الْمَبَاحِثِ الْجِنَائِيَّةِ: جىنايى ئىشلار تەكشۈرۈش ئىدارىسى.

مُبَحْتِرٌ: تارقىتىۋەتكۈچى، چېچىۋەتكۈچى، ئىسراپخور.

صَوْتٌ مَبْحُوحٌ: پۈتۈك ئاۋاز، غورۇك-غورۇك ئاۋاز.

مَبْخَتٌ: بەخت، تەلەي، ئامەت.

مُبَخِّرٌ: كاربىراتور، (بېنزىننى گازغا ئايلاندۇرۇپ بېرىدىغان ئەسۋاب).

مَبْخَرَةٌ ج مَبَاخِرُ: ئىسرىقدان؛ دېزىنفېكسىيە

قازىنى.

مَبْخَلَةٌ: بېخىللىققا زورلايدىغان، بېخىلىققا ئۈندەيدىغان.

«الْوَلَدُ مَجْبَنَةٌ مَجْهَلَةٌ مَبْخَلَةٌ» «حديث»: بالا دېگەن قورقۇنچلۇققا، نادانلىققا ۋە بېخىللىققا ئۈندەيدۇ.

مَبْخُوثٌ: بەختلىك، تەلەيلىك، ئامەتلىك.

مَبْدَأٌ ج مَبَادِئُ: پرىنسىپ، قائىدە، مەسىلەك، باشلىنىش نۇقتىسى، چىقىش نۇقتىسى.

مَبْدَأُ الْخِدْمَةِ الْعَسْكَرِيَّةِ الْإِجْبَارِيَّةِ: مەجبۇرىي ھەربىي خىزمەت ئۆتەش تۈزۈمى.

مِنْ حَيْثُ الْمَبْدَأِ: پرىنسىپ جەھەتتىن، ئاساسىي جەھەتتىن.

تَمَسَّكْ بِمَبَادِئِكَ وَلَا تَنْظُرْ إِلَى الْإِعْتِبَارَاتِ الشَّخْصِيَّةِ: يۈز قارىماي پرىنسىپتا چىڭ تۇر.

سَامِي الْمَبَادِئِ: يۈكسەك پرىنسىپاللىققا ئىگە، يۇقىرى مەنىۋىلىككە ئىگە.

مَبَادِئُ اللُّغَةِ أَوِ الْحِسَابِ وَنَحْوِهِمَا: تىل ياكى ھېساب قاتارلىقلارغا دائىر دەسلەپكى بىلىم.

مَبَادِئُ الْعِلْمِ أَوِ الْفَنِّ أَوِ الْقَانُوْنِ: ئىلىم ياكى سەنئەت ياكى قانۇنىلىك تۈپ قائىدىلىرى.

التَّعْلِيْمُ الْإِلْزَامِيّ يَهْدِفُ إِلَى إِشَاعَةِ مَبَادِئِ الْمَعْرِفَةِ وَالْعُلُوْمِ بَيْنَ الْمُوَاطِنِيْنَ: مەجبۇرىي مائارىپ پۇقرالار ئارىسىدا ئىلىم-مەرىپەتنىڭ دەسلەپكى ئاساسلىرىنى ئومۇملاشتۇرۇشنى مەقسەت قىلىدۇ.

«الْمُسَاوَاةُ مِنَ الْمَبَادِئِ الَّتِي يَدْعُوْ إِلَيْهَا الْإِسْلَامُ»: باراۋەرلىك ئىسلام دىنى تەشەببۇس قىلىدىغان پرىنسىپلاردىندۇر.

مَبْدَئِيًّا: پرىنسىپ جەھەتتىن، ئاساسەن.

مَبْدَئِيٌّ: ئاساسلىق، ماھىيەتلىك، تۈپلۈك.

مَعْلُوْمَاتٌ مَبْدَئِيَّةٌ: باشلانغۇچ ساۋات.

مَسَائِلُ مَبْدَئِيَّةٌ: پرىنسىپاللىق مەسىلىلەر.

مُبَدِّدٌ: چېچىۋەتكۈچى، تارقىتىۋەتكۈچى، ئىسراپ قىلغۇچى، بەتخەج.

مُبْدِعٌ: ئىجادكار، ئىجادىيەتچى.

مُبَذِّرٌ: ئىسراپ قىلغۇچى، بۇزۇپ-چاچقۇچى.

مِبْذَرَةٌ ج مَبَاذِرُ: ئۇرۇق چېچىش ماشىنىسى، سىيالكا.

مِبْذَلٌ، مِبْذَلَةٌ ج مَبَاذِلُ: كونا كىيىم، ئىش كىيىمى، ئادەتتە كىيىپ يۈرىدىغان كىيىم، ئۆي ئىچىلىك كىيىم، دائىم كىيىدىغان كىيىم.

مَهْمَا ظَهَرَ عِنْدَ النَّاسِ مِنْ مَبَاذِلٍ فَإِنَّ الْخَيْرَ يَظِلُّ هُوَ الصَّاعِدَةُ: كىشىلەر ئىچىدە قانداق رەزىللىكلەرنىڭ بولۇشىدىن قەتئىينەزەر گۈزەللىك ھامان ئاساسىي ئورۇندا تۇرىدۇ.

مِبْرَأَةٌ ج مَبَارٍ: قەلەم ئۇچلىغۇچ، قەلەمتىراش، بەكە.

مِبْرَدٌ ج مَبَارِدُ: ئىگەك، كاسىۋال.

مَبَرَّةٌ ج مَبَرَّاتٌ وَمَبَارٌ: ياخشى ئىش، ياخشى ئەمەل، خەيرىيەت ئورگىنى، خەيرىيەت تەشكىلاتى؛ دارىلئىتام؛ ياخشىلىق قىلماق؛ بويسۇنماق، ئىتائەت قىلماق.

مُبَرِّحٌ: قاتتىق، شىددەتلىك، كەسكىن.

أَلَمٌ مُبَرِّحٌ: قاتتىق ئاغرىق، قاتتىق دەرد.

ضَرْبٌ مُبَرِّحٌ: قاتتىق ئۇرۇش.

مُبَرِّدٌ ج مُبَرِّدَاتٌ: سوۋۇتقۇچى، توڭلاتقۇچى.

مُبَرَّدٌ: سوۋۇتۇلغان، توڭلىتىلغان.

مُبَرِّدَةٌ ج مُبَرِّدَاتٌ: مۇزلىتىش، سوۋۇتۇش سۈيۇقلۇقى.

مَادَّةٌ مُبَرِّدَةٌ: سوۋۇتۇش ماددىسى.

مُبَرَّدَاتٌ: مۇزلىتىلغان ئىچىملىكلەر، سوغۇق ئىچىملىك.

مُبَرِّزٌ ج مُبَرِّزَاتٌ: ئاقىلغۇچى، ئاقلايدىغان.

لَا مُبَرِّرَ لَهُ: ھېچقانداق ئۆزرىسى يوق.

بِدُونِ مُبَرِّرٍ: ھېچقانداق ئۆزرىسى يوق.

أُسْتَاذٌ مُبَرِّزٌ: تەتقىقات ۋە ئوقۇتۇشتا تۆھپىسى كەۋدىلىك بولغان پروفېسسورلارغا بېرىلىدىغان ئۇنۋېرسىتېت خاراكتېرلىك نام.

مُبَرْطِئٌ: دەللال، ئالغۇچى بىلەن ساتقۇچىنىڭ ئارىسىنى كېلىشتۈرگۈچى.

مُبَرْطِلٌ: پارا بەرگۈچى.

مُبَرْطَلٌ: پارا ئالغۇچى.

مُبْرِقَةٌ ج مُبْرِقَاتٌ: تېلېگراف ئاپپاراتى.

مُبَرْقَشٌ: كۆپ رەڭلىك، ئالىچىپار، ئالا-بۇلىماچ.

مِبْرَمٌ: يىلىك.

مُبْرَمٌ: بەلگىلىنىپ كەتكەن، قارار قىلىنىپ كەتكەن، ئېتىراپ قىلىنغان.

قَضَاءٌ مُبْرَمٌ: قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدىغان تەقدىر، ساماۋى قازا، پۈتۈلگەن تەقدىر.

قَدَرٌ مُبْرَمٌ: قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدىغان قازا، پېشانىسىگە پۈتۈلگەن تەقدىر.

مُبَرْمَجٌ: پروگراممىلاشتۇرۇلغان، نىزام قائىدىسىگە سېلىنغان. سىستېمىلاشتۇرۇلغان.

«لَا تَقُومُ الْوَحْدَةُ بِالْكَلَامِ وَإِنَّمَا بِعَمَلٍ مُبَرْمَجٍ»: بىرلىك سۆز بىلەن ئەمەس، پەقەت پىلانلىق ئىش-ھەرىكەت ئارقىلىق ئىشقا ئاشىدۇ.

تَعْلِيمٌ مُبَرْمَجٌ: ئېلېكترلەشتۈرۈلگەن مائارىپ.

مُبَرْنِطٌ: باش كىيىملىك ئادەم.

مُبَرْهَنٌ: ئىسپاتلانغان، دەلىللەنگەن.

مَبْرُورٌ: ئاق كۆڭۈل، راستچىل، سەممىي؛ يالغانچىلىق ۋە خىيانەت بولمىغان تۇغرا قاراش.

حَجٌّ مَبْرُورٌ: تەلەيكە لايىق قىلىنغان خالىس ھەج.

«الْحَجُّ الْمَبْرُورُ لَيْسَ لَهُ جَزَاءٌ إِلَّا الْجَنَّةُ» ‹حەدىيث›: ئاللاھ ئۈچۈن خالىس قىلىنغان ھەج جەننەت بىلەنلا مۇكاپاتلىنىدۇ.

مَبْرُوكٌ: مۇبارەك، بەختىيار، بەختتىن بەھرىمەن بولغۇچى، ئامەت، بەخت، قۇتلۇق.

مَبْرُومٌ: ئېشىلگەن.

مَبْرِيٌّ: ئۇچلانغان، يونۇلغان.

مَبْزَقَةٌ مِبْزَقَةٌ ج مَبَازِقُ: تۈكۈرۈك قاچىسى، گارشوك.

مِبْزَلٌ ج مَبَازِلُ: ئۈكۈل يىڭنىسى (تېبابەتتە قورساقتىن سۇ تارتىدىغان ئەسۋاب).

مِبْزَلَةٌ ج مَبَازِلُ: سۈزگۈچ.

مَبْسِمٌ ج مَبَاسِمُ: ئېغىز.

مَبْسُورٌ: بوۋاسىر كېسىلى بولغان ئادەم.

مَبْسُوطٌ: مەمنۇن، خۇشال، شاد؛ يېيىلغان.

مِبْشَرَةٌ ج مَبَاشِرُ: كۆكتات ۋە مېۋىلەرنىڭ پوستىنى سويىدىغان ۋە ئۇششاق پارچىلايدىغان پىچاق.

مُبَشِّرٌ: خرىستىئان دىنى تارقاتقۇچى، خۇش خەۋەر يەتكۈزگۈچى.

«لَمْ يَبْقَ مِنَ النُّبُوَّةِ إِلَّا الْمُبَشِّرَاتُ» ‹حەدىيث›: پەيغەمبەرلىكتىن پەقەت بېشارەتلەرلا قالدى.

مَبْشُورٌ: ئۇۋاق، ئۇششاق، چېچىۋېتىلگەن.

مِبْصَارٌ: كۆزنى تەكشۈرىدىغان ئۆسكۈنە، تېلېۋىزور.

مَبْصَقَةٌ ج مَبَاصِقُ: گارشوك، تۈكۈرۈك قاچىسى.

مِبْضَعٌ ج مَبَاضِعُ الْجَرَّاحِ: ئوپېراتسىيە پىچىقى.

«يَسْتَعْمِلُ الْجَرَّاحُونَ مَبَاضِعَ خَاصَّةً فِي إِجْرَاءِ الْعَمَلِيَّاتِ»: تاشقى كېسەللىكلەر دوختۇرى ئوپېراتسىيە قىلىشتا مەخسۇس ئوپېراتسىيە پىچىقىنى ئىشلىتىدۇ.

مَبْضُوعٌ: ئوپېراتسىيە قىلىنغان.

مِبْطَانٌ: يوغان قورساق؛ ئاچ كۆز.

مَبْطَخَةٌ: قوغۇنلۇق، تاۋۇزلۇق.

مُبَطَّطٌ: تەكشى، تۈز.

مُبَطَّنٌ: ئەستەرلىك.

كَلاَمٌ مُبَطَّنٌ: ئىچكى مەنىسى بار گەپ.

مُبَطَّنَةٌ: كىچىك يەلكەنلىك كېمە.

مَبْطُونٌ: قورسىقى ئاغرىق ئادەم.

مَبْعَثٌ: مەنبە، چىققان جاي، قوزغالغان ئورۇن، چىقىش نۇقتىسى، باشلىنىشى؛ ۋاقىت.

مَبْعَثُ الْوَحْيِ: ۋەھيىنىڭ باشلىنىشى.

كَانَ سِنّ الرَّسُولِ عِنْدَ مَبْعَثِهِ أَرْبَعِيْنَ سَنَةً: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن چاغدا يېشى قىرىقتا ئىدى.

كَانَ يُحِسّ بِشَيْءٍ مِنَ الطّمَأْنِيْنَةِ مَبْعَثُهَا أَنّ ابْنَهُ أَكْمَلَ دِرَاسَتَهُ بِتَفَوّقٍ: ئۇ، ئوغلى ئوقۇشىنى ئەڭ ياخشى دەرىجىدە تاماملىغانلىقى ئۈچۈن بىرئاز خاتىرجەملىك ھېس قىلاتتى.

مَبْعَثٌ ج مَبَاعِثُ: سەۋەب ئامىل.

شَعْرٌ مُبَعْثَرٌ: قالايمىقان چۇۋۇق چاچ.

جَهْدٌ مُبَعْثَرٌ: قۇرۇق تىرىشچانلىق، بىكار تىرىشچانلىق.

تَرَكَ كُتُبَهُ مُبَعْثَرَةً فِي غُرْفَتِهِ: كىتابلىرىنى خانىسىگە چېچىلاڭغۇ تاشلاپ قويدى.

«إِنّ مُقَاوَمَةَ الآفَةِ بِهَذَا الْجَهْدِ الْمُبَعْثَرِ لاَ تُجْدِي نَفْعًا»: ئاپەتكە بۇنداق قۇرۇق تىرىشچانلىق بىلەن قارشى تۇرۇش ھېچقانداق پايدا بەرمەيدۇ.

مَبْعَرٌ: مەقئەت، سوڭ.

مُبَعْزِقٌ: ئىسراپخور.

مَبْعُوثٌ ج مَبْعُوثُوْنَ: ئەۋەتىلگۈچى، ئەلچى، خاس ۋەكىل، ئەۋەتىلگەن.

«يَقُوْمُ مَبْعُوثُ الرَّئِيْسِ الْمِصْرِيّ بِزِيَارَةِ عَدَدٍ مِنَ الدّوَلِ الإِسْلاَمِيّةِ لِلْبَحْثِ فِي مَوْضُوعِ إِنْهَاءِ حَرْبِ الْخَلِيْجِ»: مىسىرنىڭ رەئىسى ئەۋەتكەن ۋەكىل پارس قولتۇقى ئۇرۇشىنى تۈگىتىش يولىدا ئىزدىنىش ئۈچۈن بىرقانچە ئىسلام دۆلىتىنى زىيارەت قىلماقتا.

مَجْلِسُ الْمَبْعُوثِيْنَ: تۆۋەن پالاتا، ئاۋام پالاتا.

مُبْغَضٌ: دۈشمەن، يىرگىنچلىك، ئۆچ كۆرسىتىلگەن، دۈشمەن تۇتۇلغان.

مَبْغُوضٌ: ئۆچ كۆرسىتىلگەن، دۈشمەن تۇتۇلغان.

مَبْقَلَةٌ ج مَبَاقِلُ: كۆكتاتلىق، سەيلىك.

مَبْقِيٌّ: قالدۇرۇلۇپ قېلىنغان، داۋاملاشتۇرۇلغان.

مِبْكَارٌ: سەھەر تۇرىدىغان ئادەم.

مُبَكّرًا: ئەتىگەن، ئەتىگەندە، سەھەردە.

نَمْ مُبَكّرًا وَانْهَضْ مُبَكّرًا: بالدۇر ئۇخلاپ، بالدۇر تۇر.

الْوَقْتُ مَا زَالَ مُبَكّرًا: ۋاقىت يەنىلا بالدۇر.

مَبْكًى ج مَبَاكٍ: يىغلايدىغان جاي.

مُبْكٍ: يىغلاتقۇچى، رەنجىتكۈچى، قاقشاتقۇچى.

مَبْكِيٌّ: يىغلانغان، تەزىيە بىلدۈرۈلگەن.

مُبَلْبَلٌ: ئالاقزادە، ئەنسىز، قالايمىقان.

مِبْلَغٌ: قارنى يامان.

مَبْلَغٌ ج مَبَالِغُ: مىقدار سان، دەرىجە؛ پۇل سانى؛ مەبلەغ؛ ئۆلچەم، دائىرە، رامكا.

«بَلَغَ مِنِّي التَّعَبُ مَبْلَغَهُ»: قاتتىق چارچاپ كەتتىم.

مَبْلَغُ عِلْمِهِ: ئىلمىنىڭ دەرىجىسى.

مُبَلِّطٌ: تاش ياتقۇزغۇچى.

مُبَلَّطٌ: تاش ياتقۇزۇلغان، تاش ياتقۇزۇلغان يول.

أَرْضِيّةٌ مُبَلَّطَةٌ: گۈللۈك خىش ياتقۇزۇلغان يەر، تاش ياتقۇزۇلغان يول.

مُبَلِّغٌ: خەۋەر يەتكۈزگۈچى، ئۇقتۇرۇش قىلغۇچى، تەبلىغ قىلغۇچى، پاش قىلغۇچى.

مُبَلَّغٌ عَنْهُ: يەتكۈزۈلگەن، خەۋەر قىلىنغان؛ پاش قىلىنغان.

مُبَلَّلٌ: نەم، نەمخۇش.

لاَ تَعْرِضْ نَفْسَكَ لِلْهَوَاءِ فَجِسْمُكَ لاَ يَزَالُ مُبَلَّلاً بِالْعَرَقِ:

تەرلىگەندە ئۆزۈڭنى شامالداتما.

مَبْلُوْلٌ: نەم، نەمخۇش.

مَبْنًى ج مَبَانٍ: قۇرۇلۇش، بىنا، ئىمارەت.

مَبْنَى التَّدْرِيْسِ: ئوقۇتۇش بىناسى.

مَبْنَى الْإِدَارَةِ: مەمۇرىي بىنا.

مَبْنَى السَّكَنِ: ياتاق بىناسى.

مُنْذُ الْقِدَمِ وَالنُّقَّادُ يُفَكِّكُوْنَ الْعَمَلَ الْأَدَبِيَّ إِلَى عُنْصُرَيْنِ أَسَاسِيَّيْنِ: الْمَبْنَى وَالْمَعْنَى: قەدىمدىن تارتىپ ئەدەبىي ئوبزورچىلار ئەدەبىيات ئەسەرنى قۇرۇلما شەكلى ۋە مەزمۇندىن ئىبارەت ئىككى ئاساسقا بۆلىدۇ.

«مِنْ مَبَانِي الْجَامِعَةِ الَّتِي تَلْفِتُ النَّظَرَ وَتَدْعُوْ إِلَى الْأَعْجَابِ مَبْنَى الْمَكْتَبَةِ الْمَرْكَزِيَّةِ»: ئۇنىۋېرسىتېتنىڭ كىشىنى جەلپ قىلىدىغان ۋە ھەيران قالدۇرىدىغان بىنالىرىدىن بىرى باش ئىشخانا بىناسىدۇر.

مَبْنِيٌّ: بىنا قىلىنغان، قۇرۇلغان، سېلىنغان.

مُبْهِجٌ: خۇشاللاندۇرغۇچى، شادلاندۇرغۇچى.

مَبْهَجَةٌ ج مَبَاهِجُ: خۇشاللىق.

مَبَاهِجُ الْحَيَاةِ: تۇرمۇش خۇشاللىقلىرى.

ضَوْءٌ مُبْهِرٌ: كۆزنى قاماشتۇرىدىغان كۈچلۈك نۇر.

مُبْهَرَجٌ: سۆلەتۋازلىق، ھەسەتخورلۇق، سۆلەتۋاز.

مُبْهَمٌ ج مُبْهَمَاتٌ: مۇجمەل، تۇتۇق، چۈشىنىكسىز، غۇۋا.

مُبْهَمٌ غَامِضٌ: پەمسىز، پاراسەتسىز.

عَدَدٌ مُبْهَمٌ: مۇجمەل سان.

مُبْهَمٌ مِنَ الْكَلَامِ: تۇتۇق سۆز، مۇجمەل سۆز، چۈشىنىكسىز سۆز.

يَتَكَوَّنُ لَدَيْنَا أَحْيَانًا إِحْسَاسٌ مُبْهَمٌ تَجَاهَ بَعْضِ الْمَوَاقِفِ: بەزى مەيدانلارغا قارىتا گاھى بىزدە مۇجمەل تۇيغۇ شەكىللىنىدۇ.

الْأَسْمَاءُ الْمُبْهَمَةُ (فِي النَّحْوِ): "اِسْمُ الْإِشَارَاتِ ، اِسْمُ الْمَوْصُوْلِ" ۋە ضَمَائِرُ لارغا قارىتا ئىيتىلىدۇ.

مَبْهُوْتٌ: ھەيران قالدۇرۇلغان، ھاڭ-تاڭ قالدۇرۇلغان.

مَبْهُوْرٌ: دەم سىقىلغان، زىققە.

مَبْهُوْرُ الْأَنْفَاسِ: نەپسى سىقىلىپ، تىلى ساڭگىلاپ قالدى.

مِبْوَلَةٌ ج مَبَاوِلُ: سۈيدۈك قاچىسى؛ كىچىك تاھارەت قىلىدىغان جاي؛ ھاجەتخانا.

مَبْوَلَةٌ: ئىدرانى ھەيدىگۈچى؛ ئىدرانى راۋانلاشتۇرغۇچى دورا.

مُبَوَّبٌ: تۈرلەرگە بۆلۈنگەن، تۈرلەنگەن، بابلارغا بۆلۈنگەن.

«حَصَلَ عَلَى وَظِيْفَةٍ عَنْ طَرِيْقِ الْإِعْلَانَاتِ الْمُبَوَّبَةِ بِالصَّحِيْفَةِ»: ئۇ گېزىتتە مەخسۇس ئېلان بېرىش ئارقىلىق، خىزمەت تاپتى.

مَبِيْتٌ: تۈرالغۇ، قونالغۇ.

مُبِيْدٌ: ھالاك قىلغۇچى، يوقاتقۇچى.

مُبِيْدُ الْحَشَرَاتِ: ھاشارات يوقاتقۇچى دورا.

مَبِيْضُ الْأُنْثَى ج مَبَائِضُ: تۇخۇمدان؛ گۈل تۈگۈنچىكى.

مُبَيْطِرٌ: مال دوختۇرى؛ ئۇلاغ تاقىلىغۇچى.

مَبِيْعٌ ج مَبِيْعَاتٌ: سېتىلغان نەرسە، سېتىۋېتىلگەن نەرسە.

الْمُشْتَرَيَاتُ وَالْمَبِيْعَاتُ: سودا-سېتىق تاۋارلىرى.

تَحَقَّقَ وَاشِنْطُنْ رَقْمًا قِيَاسِيًّا لِمَبِيْعَاتِ الْأَسْلِحَةِ: ۋاشىنگتون قورال-ياراغ سېتىشتا رېكورت ياراتتى.

إِدَارَةُ الْمَبِيْعَاتِ: سودا-سېتىق ئورگىنى.

مُبِيْنٌ: ئاشكارا، ئېنىق، زاھىر بولغان، روشەن، كۆرۈنەرلىك.

الْكِتَابُ الْمُبِيْنُ: قۇرئان كەرىم.

«يُعْتَبَرُ الْقُرْآنُ أُنْمُوْذَجَ الْكَلَامِ الْمُبِيْنِ»: قۇرئان

روشەن سۆزلەرنىڭ نەمۇنىسىدۇر.

مُبَيِّضَةٌ: ئاقارتىلغان.

مَتَابٌ: تەۋبە قىلماق، يامان ئىشلاردىن يانماق.

مُتَابَعَةٌ: بىر-بىرىگە ئۇلىشىپ، ئارقىمۇئارقا، ئۈزلۈكسىز.

مُتَاحٌ: پۈتۈلگەن، پۈتۈلۈپ كەتكەن، ئېرىشكىلى بولىدىغان.

مُتَاخِمٌ: .... بىلەن چېگرىداش.

مُتَارَكَةٌ: ۋاقىتلىق سۈلھى تۈزمەك، ئۇرۇش توختىتىش ئۈچۈن ۋاقىتلىق كېلىشىم تۈزمەك.

مَتَاعٌ: پايدىلانماق، بەھرىمەن بولماق.

«مَتَاعُ الْعَيْنِ بِالْمَنَاظِرِ الْجَمِيلَةِ»: گۈزەل مەنزىرىلەردىن كۆزنىڭ بەھرىمەن بولۇشى.

مَتَاعٌ ج أَمْتِعَةٌ: ئالتۇن-كۈمۈشتىن باشقا مال-مۈلۈك.

سَقَطُ الْمَتَاعِ: كېرەكسىز نەرسە، قىممىتى يوق نەرسە، تاشلاندۇق نەرسە.

أَمْتِعَةُ الْبَيْتِ: ئۆي سايمانلىرى.

«الْأَمْتِعَةُ الشَّخْصِيَّةُ»: شەخسىي مال-مۈلۈك.

مَتَانَةٌ: پۇختىلىق، مۇستەھكەملىك؛ ئەنجۈرلۈك، ئەنجۈرلۈك باغ.

مَتَاهَةٌ ج مَتَاهَاتٌ: سىرلىق ئوردا، تىلسىمات ئوردا، ئېزىتقۇلۇق جاي، ئادىشىپ قالىدىغان يول.

مُتَآمِرٌ: سۇيىقەستچى.

مُتَأَبٍّ: ئالىيجاناب ۋىجدانلىق.

مُتَأَبِّرٌ: ئاتىلىق.

مُتَأَثِّرٌ: تەسىرلەنگۈچى.

مُتَأَجِّجٌ: يېنىپ تۇرغان.

شَوْقٌ مُتَأَجِّجٌ: قاتتىق سېغىنىش.

مُتَأَخِّرٌ: كېچىككۈچى.

مُتَأَخِّرٌ فِي الْآرَاءِ: ئەكسىيەتچىل، قالاق.

«جَاءَ فِي وَقْتٍ مُتَأَخِّرٍ مِنَ اللَّيْلِ»: ئۇ كېچىنىڭ ئاخىرقى ۋاقىتلىرىدا كەلدى.

رَجَعْتُ إِلَى الْبَيْتِ مُتَأَخِّرًا جِدًّا: ئۆيگە ناھايىتى كېچىكىپ قايتتىم.

«الْأَقْطَارُ الْمُتَأَخِّرَةُ أَوِ الْمُتَخَلِّفَةُ صِنَاعِيًّا تُسَمَّى الْيَوْمَ بِالْأَقْطَارِ النَّامِيَةِ»: سانائەتتە ئارقىدا قالغۇچى ياكى قالاق ئەللەر بۈگۈن تەرەققىي تېپىۋاتقان ئەللەر دەپ ئاتىلىدۇ.

مُتَأَخِّرَاتٌ: قالدۇق سان.

دَفَعَ مَا عَلَيْهِ مِنْ مُتَأَخِّرَاتٍ مَالِيَّةٍ: ئۇ مالىيىنىڭ زىممىسىدە قېپقالغان قىسمىنى بەردى.

مُتَأَدِّبٌ: بىلىملىك، ئوقۇمۇشلۇق، ئەدەپلىك.

مُتَأَسِّفٌ: ئەپسۇسلانغۇچى، نادامەت چەككۈچى.

أَنَا مُتَأَسِّفٌ جِدًّا: مەن تولىمۇ ئەپسۇسلىنىمەن، كەچۈرۈم سورايمەن.

مُتَأَصِّلٌ: مۇستەھكەم ئورناشقان، چوڭقۇر يىلتىز تارتقان.

عَدَاوَةٌ مُتَأَصِّلَةٌ: كونا ئاداۋەت.

مُتَأَكِّدٌ: مۇستەھكەملىگۈچى، پۇختىلىغۇچى، تەكىتلىگۈچى.

مُتَأَكِّدٌ مِنْ كَذَا: ئىشەنچلىك.

مُتَأَلِّقٌ: پارلاق، نۇرلۇق، نۇر چاچقۇچى، شانلىق.

مُتَأَنِّقٌ: كۆڭۈل قويغۇچى، ئېتىبار بىلەن قارىغۇچى.

مُتَأَنٍّ: ئالدىرىماي، بىمالال، كۈتۈپ تۇرغۇچى، تەمكىن، ئېغىر-بېسىق، سوغۇق قان.

مُتَأَنِّيًا: ئالدىرىماستىن.

مُتَبَادَلٌ: ئالماشتۇرغان نەرسە، ئۆزئارا ئالماشتۇرغان.

مُسَاعَدَةٌ مُتَبَادَلَةٌ: ئۆزئارا ھەمكارلىشىش.

مُتَبَاهٍ: ماختانچاق، تەكەببۇر.

مُتَبَايِنٌ: ئوخشىمايدىغان؛ قارىمۇقارشى.

هُنَا آرَاءٌ مُتَبَايِنَةٌ بَيْنَكُمَا حَوْلَ تِلْكَ الْمَسْئَلَةِ:

ئىككىلارنىڭ بۇ مەسىلە ئۈستىدىكى كۆز قارىشىلار تۇيۇتىن ئوخشمايدۇ.

مُتَبَلٌ ج مُتَبَّلَاتٌ: دورا-دەرمەك، خۇش پۇراق نەرسىلەر سېلىنغان تاماق.

مُتَبَجِّرٌ: كەڭ مەلۇماتلىق، چوڭقۇر بىلىملىك.

مُتَبَذِّلٌ: ئەركىن، كەلسە-كەلمەس يۈرىدىغان ئادەم، سۈپىتىنى ساقلىمايدىغان.

مُتَبَذِّلٌ: كونا، كۆپ ئىشلىتىلىدىغان.

مُتَبَرِّرٌ: ياۋايىلىق، ۋەھشىيلىك.

مُتَبَرِّمٌ: زېرىككۈچى، بىزار بولغۇچى، مالال بولغۇچى.

هَزَّ رَأْسَهُ مُتَبَرِّمًا: تاقەتسىزلىك بىلەن بېشىنى لىڭشىتتى.

مُتَبَطِّلٌ: هورۇن، ياللاۋ.

مُتَبَقٍّ: ئارتۇق، قالدۇق.

مُتَبَلِّدٌ: دۆت، كالۋا، بوشاڭ.

«كَانَ هَذَا الشَّخصُ مَعْرُوفًا بِظِلِّهِ الثَّقِيلِ وَحِسِّهِ الْمُتَبَلِّدِ»: بۇ ئادەم ئىش خۇشياقماسلىقى ۋە دۆتلۈكى بىلەن مەشھۇر.

مَتْبَنٌ ج مَتَابِنُ: سامانلىق.

مُتَبَنًّى: بېقىۋالغان بالا.

مَتْبُوعٌ: باشلىق، رەھبەر، ئەۋە قىلغۇچى.

مَتَّ يَمُتُّ مَتًّا: سوزدى، ئۇزارتتى، داۋاملاشتۇردى.

«مَتَّ إِلَيْهِ بِقَرَابَةٍ»: مۇناسىۋەت باغلىدى، ئالاقە باغلىدى، ئۇرۇق-تۇغقان بولدى.

«يَمُتُّ إِلَيْهِ بِأَقْرَبِ الصِّلَةِ»: ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋىتى ئەڭ يېقىن.

«لَا يَمُتُّ إِلَى الْحَقِيقَةِ بِصِلَةٍ»: ھەقىقەت بىلەن ھېچقانداق مۇناسىۋىتى يوق.

مُتَتَابِعٌ: ئۇدا، داۋاملىق، ئۈزلۈكسىز.

«مَا شَبِعَ آلُ مُحَمَّدٍ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مِنْ خُبْزِ شَعِيرٍ يَوْمَيْنِ مُتَتَابِعَيْنِ حَتَّى قُبِضَ» «حديث»:

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر رەسۇلۇللا ئالەمدىن ئۆتكەنگە قەدەر، ئۇدا ئىككى كۈن ئارپا نېنىغا تويغان ئەمەس.

مُتَتَالٍ: تۇتىشىپ، ئارقىمۇئارقا، بىرىنىڭ كەينىدىن بىرى.

لَقَدْ سَافَرَ بِالْقِطَارِ يَوْمَيْنِ مُتَتَالِيَيْنِ لِذَا يَبْدُو مُتْعَبًا: ئۇ پويىزدا ئۇدا ئىككى كۈن ماڭدى، شۇڭا چارچاپ كەتكەندەك كۆرۈنىدۇ.

مُتَّئِسٌ: ئۈمىدسىز، روھى چۈشكۈن، ئۈمىد ئۈزگۈچى، ئۈمىدسىزلەنگۈچى.

مُتَّبَعٌ: ئادەتتە قوللىنىدىغان، ئادەتتە ئېقىۋاتقان، ھەممە قوبۇل قىلغان؛ كەڭ تارالغان.

مُتَتَرِّكَةٌ: تۈركلىشىۋاتقان.

مُتَّحِدٌ: بىرلىككە كەلگۈچى.

مُتَّحِدُ الْإِتِّجَاهِ: نىشانى بىر.

جَبْهَةٌ مُتَّحِدَةٌ: بىرلىكسەپ.

الْأُمَمُ الْمُتَّحِدَةُ: بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى.

الْوِلَايَةُ الْمُتَّحِدَةُ: ئامېرىكا قوشما شتاتلىرى.

الْإِمَارَاتُ الْعَرَبِيَّةُ الْمُتَّحِدَةُ: ئەرەب بىرلەشمە خەلىپىلىكى.

مُتَّزِنٌ: ئۆلچەملىك، تەكشى، تەكپۇڭ، بالانس.

سَارَ بِخُطًى مُتَّزِنَةٍ: تەكشى قەدەم بىلەن ئىلگىرىلىدى.

مُتَّسِخٌ: پاسكىنا، مەينەت.

مُتَّسِعٌ: كەڭتاشا، كەڭ جاي.

أَمَامَ دَارِهِ مُتَّسِعٌ مِنَ الْأَرْضِ: ئۇنىڭ قورۇسى ئالدىدا كەڭ جاي بار.

إِذَا كَانَ عِنْدَكَ مُتَّسِعٌ مِنَ الْوَقْتِ فَدَعْنَا نَتَجَاذَبُ أَطْرَافَ الْحَدِيثِ: بوش ۋاقتىڭ بولسا بىز كەڭرەك پاراڭلىشايلى.

مُتَّسَقٌ: تىزىق، رەتلىك، تەرتىپلىك، ئورۇنلاشتۇرۇلغان.

كَلَامٌ مُتَّسَقٌ: رەتلىك سۆز.

أَلْحَانٌ مُتَّسِقَةٌ: رىتىملىق ئاھاڭ.

مُتَّصِلٌ: ئۈزلۈكسىز، داۋاملىق، كەينى-كەينىدىن.

ضَمِيرٌ مُتَّصِلٌ: ئۇلىنىپ كىلىدىغان ئالماش.

مُتَّصِلٌ بِكَذَا: يېقىن، ياندىش، يېنىدا، تۇتاش.

مُتَّضِحٌ: ئوچۇق، ئاشكارا، ئېنىق.

مَتَّعَ يُمَتِّعُ تَمْتِيعًا بِالشَّيْءِ: مەنپەئەتدار قىلدى، بەھرىمەن قىلدى، مەنپەئەت يەتكۈزدى، پايدا يەتكۈزدى.

مَتَّعَ الشَّيْءَ: سوزدى، ئۇزارتتى؛ داۋاملاشتۇردى.

مَتَّعَهُ اللّٰهُ: ئاللاھ ئۇنىڭ ئۆمرىنى ئۇزۇن قىلسۇن!

مَتَّعَ بَصَرَهُ / عَيْنَيْهِ بِالْمَنَاظِرِ الطَّبِيعَةِ الْخَلَّابَةِ: كۆزنى مەپتۇن قىلارلىق مەنزىرىلەردىن ھوزۇرلاندۇردى.

مَتَّعَ الْمُطَلَّقَةَ: نىكاھدىن ئاجراشقان ئايالغا بېرىلىدىغان نەرسە (مۇتئە)نى بەردى.

مُتَّفِقٌ: بىردەك، بىرلىككە كەلگۈچى، ئىتتىپاقلاشقۇچى، ئۇيغۇن، بىردەكلىك.

مُتَّفَقٌ: مۇۋاپىق، قوبۇل قىلىنغان، بىرلىككە كەلگەن، بىر قارارغا كېلىشكەن.

مُتَّقِدٌ: يانغۇچى، كۆيگۈچى، يېقىلغۇ.

مُتَّقِنٌ: پۇختا ئىشلىگۈچى.

مُتَّقٍ (الْمُتَّقِي): تەقۋادار، دىيانەتلىك.

﴿وَالَّذِي جَاءَ بِالصِّدْقِ وَصَدَّقَ بِهِ أُوْلَئِكَ هُمُ الْمُتَّقُونَ﴾ «قۇرئان»: راست سۆز (يەنى قۇرئان)نى ئېلىپ كەلگەن كىشى ۋە ئۇنى ئېتىراپ قىلغان كىشىلەر ـ ئەنە شۇلار تەقۋادارلاردۇر.

مُتَّكِأٌ ج مُتَّكِئُونَ: يۆلەنگۈچى، تايانغۇچى.

﴿مُتَّكِئِينَ عَلَيْهَا مُتَقَابِلِينَ﴾ «قۇرئان»: ئۇلار (ئالتۇندىن) توقۇلغان تەختلەر ئۈستىگە يۆلەنگەن ھالدا بىر-بىرىگە قارىشىپ ئولتۇرۇشىدۇ.

مُتَّكَأٌ ج مُتَّكَآتٌ: ساپا، يۆلەنچۈك ئورۇندۇق.

﴿وَأَعْتَدَتْ لَهُنَّ مُتَّكَأً﴾ «قۇرئان»: ئۇلارغا (يۆلىنىدىغان) تەكيە ياستۇقلارنى تەييارلىدى.

مُتَّكِلٌ: تايانغۇچى، يۆلەنگۈچى.

مَتَّنَ يُمَتِّنُ تَمْتِينًا الشَّيْءَ: چىڭىتتى، پۇختىلىدى.

مَتَّنَ الْقَوْسَ: يانى چىڭىتتى.

مَتَّنَ الْبِنَاءَ: بىنانى پۇختا سالدى.

مَتَّنَ أَوَاصِرَ الصَّدَاقَةِ بَيْنَهُمَا: دوستلۇقنى چىڭىتتى.

«مَتَّنَ الرَّئِيسَانِ الْعَلَاقَةَ بَيْنَ دَوْلَتَيْهِمَا»: ئىككى رەئىس دۆلەتلىرى ئارىسىدىكى ئالاقىنى چىڭىتتى.

مَتَّنَ لَهُ: ئۇنىڭغا پۇتلىكاشالڭ پەيدا قىلدى، توسالغۇلۇق قىلدى.

مُتَّهِمٌ: تۆھمەتخور، شىكايەت قىلغۇچى، مۇتتەھەم.

مُتَّهَمٌ: ئەيىبلەنگەن، تۆھمەت قىلىنغان؛ جاۋابكار.

مُتَّهَمٌ بِالْقَتْلِ: قاتىللىق گۇماندارى.

مُتَثَاقِلٌ: سۆرەلمە، سۇس، لۆم-لۆم، لايغەزەل، ئېزىلەڭگۈ، ھورۇن، ئېغىر.

مُتَجَانِسٌ: بىر خىل.

مُتَجَاوِزٌ: ئۆتۈپ كەتكۈچى.

مُتَجَاوِزُ الْحَدِّ: ھەددىدىن ئارتۇق، ھەددىدىن ئاشقان.

مُتَجَبِّرٌ: يولۋاس.

مَتْجَرٌ: تىجارەت قىلماق، سودا قىلماق.

مَتْجَرٌ ج مَتَاجِرُ: ماگىزىن، سودا دۇكىنى، تىجارەت ئورنى؛ سودا سارىيى.

مَتْجَرِيٌّ: سودا خاراكتېرلىك، سودىغا مۇناسىۋەتلىك.

مُتَجَسِّدٌ: گەۋدىلەنگۈچى، كونكرېتلاشقۇچى.

مُتَجَعِّبٌ: ئۆلگۈچى، ئۆلۈك.

مُتَجَعِّدٌ: قورۇلۇپ قالغان، پۈلىشاڭغۇ.

وَجْهٌ مُتَجَعِّدٌ: قورۇلۇپ قالغان يۈز.

شَعْرٌ مُتَجَعِّدٌ: بۈدرۈ قىلىنغان چاچ.

مُتَجَلٍّ: روشەن، ئېنىق، ئوچۇق.

مُتَجَمِّدٌ: توڭلىتىلغان، ئۇيۇتۇلغان.

الْمُحِيطُ الْمُتَجَمِّدُ: مۇز ئوكيان.

أَمْوَالٌ مُتَجَمِّدَةٌ: توڭلىتىلغان مەبلەغ.

الْمِنْطَقَةُ الْمُتَجَمِّدَةُ الْجَنُوبِيَّةُ: جەنۇبىي قۇتۇپ چەمبىرىكى.

الْمِنْطَقَةُ الْمُتَجَمِّدَةُ الشِّمَالِيَّةُ: شىمالىي قۇتۇپ چەمبىرىكى.

مُتَجَهِّمٌ: قاپىقى تۈرۈلۈك، سۈرۈن تەلەت.

مُتَجَوِّلٌ: سەپەر قىلغۇچى، تاماشا قىلغۇچى، سەيلە قىلغۇچى.

مَتَحَ يَمْتَحُ مَتْحًا الْمَاءَ: سۇ تارتتى.

مُتَحَابٌّ ج مُتَحَابُّونَ: دوستلاشقۇچىلار.

الدُّوَلُ الْمُتَحَابَّةُ: ئىتتىپاقداش دۆلەتلەر.

مُتَحَارِبُونَ: جەڭدە ئېلىشقۇچىلار، گىرەلەشمە جەڭ قىلغۇچىلار.

مُتَحَجِّرٌ: تاشقا ئايلانغۇچى.

حَيَوَانٌ مُتَحَجِّرٌ: تاشقا ئايلانغان ھايۋان.

مُتَحَجِّرَاتٌ: تاشقا ئايلانغان جىسىم.

مُتَحَدِّثٌ: سۆزلىگۈچى، باياناتچى.

مُتَحَدِّثٌ بِلِسَانٍ: .... غا ۋاكالىتەن سۆزلىگۈچى.

الْمُتَحَدِّثُ الرَّسْمِيُّ: ھۆكۈمەت تەرەپ باياناتچىسى.

«أَعْلَنَ الْمُتَحَدِّثُ الرَّسْمِيُّ بِاسْمِ وِزَارَةِ الْخَارِجِيَّةِ أَنَّ الْوَزِيرَ قَدْ اِسْتَدْعَى سُفَرَاءَ الدُّوَلِ الْكُبْرَى لِلْإِجْتِمَاعِ بِهِ»: باياناتچى تاشقى ئىشلار مىنىستىرلىقى نامىدىن مىنىستىرنىڭ چوڭ دۆلەتلەر كونسۇللىرىنى يىغىنغا چاقىرغانلىقىنى

جاكارلىدى.

مُتَحَذِّرٌ: ياتتۇلۇق.

مُتَحَذْلِقٌ: ئۆزىنى بىلىملىك كۆرسەتكۈچى، كۆز-كۆز قىلغۇچى.

مُتَحَرِّكٌ: ھەرىكەتلىنىپ تۇرغۇچى، تەۋرەپ تۇرغۇچى، مىدىرلىغۇچى.

صُوَرٌ مُتَحَرِّكَةٌ: كىنو.

رُسُومٌ مُتَحَرِّكَةٌ: كىنو.

مُتَحَزِّبٌ: يان باسقۇچى.

مُتَحَشِّرٌ: ئاقساقاللىق قىلغۇچى.

مُتَحَشِّفٌ م مُتَحَشِّفَةٌ: سالتاڭ ئادەم، كىيىم-كېچىكى ئاۋارە.

مُتَحَشِّمٌ: ھايالىق، نومۇسچان، تارتىنچاق، سالاھىيەت، قوشنا، مېھمان.

مُتْحَفٌ ج مَتَاحِفُ: مۇزېي، ئاسارەتىقىلەر قويۇلغان جاي.

يُفْتَحُ هَذَا الْمُتْحَفُ كُلَّ يَوْمٍ مَا عَدَا يَوْمَ الْإِثْنَيْنِ: بۇ مۇزېيخانا دۈشەنبە كۈنىدىن باشقا ھەر كۈنى ئېچىلىدۇ.

مُتَحَفِّزٌ: تەييارلانغۇچى.

مُتَحَفِّظٌ: پەخەس بولغۇچى، دىققەت قىلغۇچى، ئېھتىياتچان.

غَيْرُ مُتَحَفِّظٍ فِي كَلَامِهِ: ئېھتىيات قىلماي سۆزلەيدىغان، ئىختىيارىي سۆزلەيدىغان، بايقىماي سۆزلەيدىغان، ئەركىن سۆزلىگۈچى.

مُتَحَقِّقٌ: تەكشۈرگۈچى، مۇئەييەنلەشتۈرگۈچى.

مُتَحَمِّسٌ: قىزغىن، مەردانە.

مُتَحَوِّطٌ: ئېھتىياتچان، سەگەك.

مُتَحَيِّرٌ: ئىككىلىنىپ قالغۇچى، قىيىن ئەھۋالدا قالغۇچى، تەڭلىكتە قالغۇچى.

الْكَوَاكِبُ الْمُتَحَيِّرَةُ: سەييارە يۇلتۇزلار.

مُتَحَيِّزٌ: يان باسقۇچى.

مُتَحَثٌّ: سەيلە كىيىمى.

مُتَخَرِّجٌ: ئوقۇش پۈتتۈرگەن ئوقۇغۇچى.

مُتَخَشِّبٌ: قېتىپ قالغان.

مُتَخَصِّصٌ: مۇتەخەسسىس، ئىختىساسلىق؛ ئالاھىدە خۇسۇسىيەتكە ئىگە.

مُتَخَفٍّ: گىرىم قىلغۇچى، ياسىنىۋالغۇچى.

مُتَخَلِّفٌ: ئارقىدا قالغان، كەينىدە قالغان.

مُتَخَلِّفَاتٌ: كېرەكسىز، تاشلاندۇق.

مُتَخَلِّلٌ ج مُتَخَلِّلُوْنَ: ۋاستىچىلىك قىلغۇچى، ئارىلاشقۇچى.

مُتَخَلِّلٌ بَعْدَ الْأَكْلِ: تاماقتىن كېيىن چىشىنى ئارىلىغۇچى.

«حَبَّذَا الْمُتَخَلِّلُوْنَ مِنْ أُمَّتِي فِي الْوُضُوْءِ وَالطَّعَامِ» ‹حديث›: مېنىڭ ئۈممىتىمدىن تاھارەت ئالغاندا، تاماق يېگەندە چىشىنىڭ ۋە بارماقلىرىنىڭ ئارىلىقىنى تازىلىغانلار ئەجەب ياخشى ئادەملەردۇر.

مُتَخُوْمٌ: تاماق سىڭمەسلىك كېسىلى بىلەن ئاغرىغان ئادەم.

مُتَخَيِّرٌ: تاللىغۇچى.

مُتَخَيَّرٌ: تاللانغان.

مُتَدَاخِلٌ: ئارىلاشقۇچى.

مُتَدَاخِلٌ فِي مَا لَا يَعْنِيْهِ: مۇناسىۋەتسىز ئىشلارغا ئارىلاشقۇچى، بىھتىم ئاقساقال.

مُتَدَاخِلَةُ الصِّلَاتِ: ئۆزئارا مۇناسىۋەت باغلىغان.

مُتَدَارِكٌ: تاپقۇچى، ئېرىشكۈچى.

مُتَدَاوِلٌ: ئېقىۋاتقان، ئۆتۈۋاتقان، ئالمىشىپ تۇرغان، كەڭ تارقالغان؛ ئاددىي.

مُتَدَخِّلٌ: ئارىلاشقۇچى.

مُتَدَخِّلٌ فِي الْأُمُوْرِ الدَّاخِلِيَّةِ: ئىچكى ئىشلارغا ئارىلاشقۇچى.

مُتَدَرِّبٌ: تەربىيىلەنگۈچى.

مُتَدَرِّنٌ: سىل كېسىلى بىلەن ئاغرىغۇچى.

مُتَدَفِّقٌ: ئىتتىك ئېقىن، جىددىي ئېقىن.

مُتَدَلٍّ: ئېسىپ قويۇلغان، ساڭگىلىتىلغان.

مُتَدَيِّنٌ: دىيانەتلىك، دىندار، دىندا مۇستەھكەم، تەقۋا.

مُتَذَبْذِبٌ: تەۋرىنىپ تۇرىدىغان، لىڭشىپ تۇرىدىغان.

رَجُلٌ مُتَذَبْذِبُ الْمِزَاجِ: لىڭگىرتاقتاق مىجەز ئادەم.

مُتَذَمِّرٌ: پەرىشان، نارازى، مالال بولغۇچى، زېرىككۈچى، غودۇڭشىغۇچى.

مَتَرَ يَمْتُرُ مَتْرًا الشَّيْءَ: كەستى، ئۈزدى.

مَتَرَ الْحَبْلَ: ئارغامچىنى سوزدى.

مَتَرَهُ: ئۇنى مېترلىدى.

مِتْرٌ و مَتْرٌ ج أَمْتَارٌ: مېتر.

مُتَرَابِطٌ: باغلانغۇچى، مۇناسىۋەت ئورناتقۇچى.

مُتَرَاجِعٌ: چېكىنگۈچى، ئارقىغا داجىغۇچى.

مُتَرَاخٍ: سۇس، بوش، ئاستا، بوشاڭ.

مُتَرَادِفٌ: مەنىداش سۆز، مەنىسى ئوخشاش سۆز.

مُتَرَادِفَةٌ ج مُتَرَادِفَاتٌ: مەنىداش، مەنىسى ئوخشاش.

مِتْرَاسٌ ج مَتَارِسُ و مَتَارِيْسُ: قالقان، ساۋۇت، قورغان، ئىستىھكام، قەلئە، يوشۇرۇنۇش ئورنى.

عَادَ رَجُلُ الْأَمْنِ إِلَى مَتَارِيْسِهِمْ: ئامانلىق ساقلاش خادىملىرى ئىستىھكاملىرىغا قايتتى.

مُتَرَاصٌّ: زىچ، قويۇق.

مُتَرَاكِبٌ: يىغىلىپ قالغۇچى، ئۈستى-ئۈستىگە دۆۋىلىنىپ قالغان.

﴿فَأَخْرَجْنَا مِنْهُ خَضِراً نُخْرِجُ مِنْهُ حَبّاً مُتَرَاكِباً﴾ ‹قرآن›: ئۆسۈملۈكلەردىن يېشىل ياپراقلارنى چىقاردى، (بۇغداي ۋە ئارپا باشاقلىرىغا ئوخشاش) بىر-بىرىگە مىنگىشىپ كەتكەن دانلارنى يېتىشتۈردى.

مُتَرَاكِزٌ: مەركەزلەشكۈچى.
مُتَرَامٍ: بىپايان، كەڭ.
مُتَرَامِي الْأَطْرَافِ: كەڭ كۆلەملىك، بىپايان، چوڭ، يەر مەيدانى كەڭ.
«هَذِهِ الْمَدِينَةُ مُتَرَامِيَةُ الْأَطْرَافِ»: بۇ شەھەرنىڭ دائىرىسى كەڭ.
شَجَرَةٌ مُتَرَامِيَةُ الْأَغْصَانِ: شاخ-يوپۇرماقلىرى بوك-باراقسان چوڭ دەرەخ.
مُتْرَبٌ: رەقىب، دۈشمەن؛ قارشى تەرەپ.
مَتْرَبَةٌ: گادايلىق، نامراتلىق، يوقسۇللۇق.
﴿أَوْ إِطْعَامٌ فِي يَوْمٍ ذِي مَسْغَبَةٍ يَتِيماً ذَا مَقْرَبَةٍ أَوْ مِسْكِيناً ذَا مَتْرَبَةٍ﴾ «قرآن»: ياكى ئاچارچىلىق كۈنىدە تۇغقانچىلىقى بولغان يېتىمگە ياكى توپىدا ياتقان مىسكىنگە تاماق بەرمەكتۇر.
مُتَرَجْرِجٌ: لىگىشىغۇچى، تىترىگۈچى، لاغىلدىغۇچى، تەۋرەنگۈچى.
مُتَرْجِمٌ: تەرجىمان.
مُتَرْجَمٌ: تەرجىمە قىلىنغان.
لَمْ يَكُنِ الشَّاعِرُ يَعْرِفُ لُغَةً أَجْنَبِيَّةً وَإِنَّمَا كَانَ يُقْبِلُ عَلَى قِرَاءَةِ الْمُتَرْجَمَاتِ مِنَ الْأَدَبِ الْغَرْبِيِّ: شائىر چەت ئەل تىلىنى بىلمەيتتى، پەقەت غەرب ئەدەبىياتىدىن تەرجىمە قىلىنغان ئەسەرلەرنى بېرىلىپ ئوقۇيتتى.
مُتَرَدِّدٌ: ئارىسالدى بولغۇچى، ئىككىلىنىپ قالغۇچى.
مُتَرَدِّمٌ: ئوڭشايدىغان، رېمونت قىلىنىدىغان، تۈزىتىدىغان.
مُتَرَدٍّ: ئېگىزدىن چۈشۈپ كېتىپ ئۆلگەن ھايۋان.
﴿حُرِّمَتْ عَلَيْكُمُ الْمَيْتَةُ ... وَالْمُتَرَدِّيَةُ وَالنَّطِيحَةُ﴾ «قرآن»: سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان، ... (ئېگىزدىن) يىقىلىپ ئۆلگەن ھايۋان، (ھايۋانلار تەرىپىدىن) ئۈسۈپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋانلار(نىڭ گۆشىنى يېيىش) ھارام قىلىندى.
مُتَرَبٍّ: تەربىيىلەنگەن، تەربىيە كۆرگەن.
مُتَرَحٍّ: ئازاب-ئوقۇبەتلىك.
مِتْرَسٌ، مِتْرَسَةٌ ج مَتَارِسُ: تاقاق ياغىچى، مۇداپىئەلىنىدىغان نەرسە؛ قورغان.
مُتَرَصِّنٌ: تەكشۈك تارازا.
مُتَرَصَّاتٌ: تۆز نەيزە.
مُتْرَعٌ: تولغان، تولۇپ تاشقان.
كَأْسٌ مُتْرَعَةٌ: تولدۇرۇلغان قاچا، تولغان قاچا.
مُتَرَعْرِعٌ: ئۆسۈپ يېتىلگۈچى (10 ـ 20 ياش ئارىلىقىدىكى ۋاقىت).
مُتْرَفٌ: راھەت-پاراغەتكە بېرىلگۈچى.
مُتَرَفِّعٌ: ھاكاۋۇر، مۇتەكەببىر، كۆرەڭلەپ كەتكۈچى.
مُتَرَقِّبٌ: ساقلانغان، ئۈمىد قىلىنغان، ئارزۇ قىلىنغان.
مُتَرَنِّحٌ: دەلدەڭشىگۈچى، سەنتۈرۈلگۈچى، ئىرغاڭلىغۇچى.
مُتَرَهِّلٌ: يۇمشاق، ئەۋرىشىم؛ ئاجىز، زەئىپ.
مِتْرُو: يەر ئاستى تۆمۈر يولى، مېترو.
مَتْرُوكٌ: تاشلىۋېتىلگەن، ۋاز كېچىلگەن، قالدۇرۇپ قويۇلغان.
مَتْرُوكَاتٌ: ئالاھىدە قالدۇرۇلغان مىراس.
مِتْرُونُومٌ: رىتىم تەڭشىگۈچ، سۈرئەت تەڭشىگۈچ.
مِتْرِيُولُوجِيَا: ھاۋا رايى ئىلمى، مېتېئورولوگىيە.
مِتْرِيُولُوجِيٌّ: ھاۋا رايى ئىلمى مۇتەخەسسىسى، مېتېئورولوگ، مېتېئورولوگىيىلىك.
مِتْرِيٌّ: مېترلىق.
الطَّرِيقَةُ الْمِتْرِيَّةُ: مېتر سىستېمىسى.
مُتَزَامِنٌ: ۋاقىتتا بىرلىككە كەلگۈچى، زاماناش.
«الصُّورَةُ وَالصَّوْتُ مُتَزَامِنَانِ فِي الْفِلْمِ»: رەسىم بىلەن

ئاۋاز كىنودا بىر ۋاقىتتا بېرىلىدۇ.

«هُمَا مُتَزَامِنَانِ مِنْ جِيْلٍ وَاحِدٍ»: ئۇ ئىككىسى زاماندىش.

مُتَزَايِدٌ: ئاشقان، ئۆسكەن، زىيادىلىگەن.

إِنْتَاجٌ مُتَزَايِدٌ: كۆپلەپ ئىشلەپچىقىرىش.

مُتَزَعْزِعٌ: لىڭشىپ قالغۇچى، ئارىسالدى بولۇپ قالغۇچى.

مُتَزَلِّجٌ: مۇز تېيىلغۇچى.

مُتَزَلِّفٌ ج مُتَزَلِّفُوْنَ: ياخشىچاق بولغۇچى، تەخسىكەش، خۇشامەتچى.

«هَذَا مِنَ الْمُتَزَلِّفِيْنَ لِأَصْحَابِ السَّلْطَةِ»: بۇ ئەمەلدارلارغا خۇشامەت قىلغۇچىلاردىندۇر.

مُتَزَمِّتٌ ج مُتَزَمِّتُوْنَ: جىددىي، كەسكىن؛ سۇرلۇك.

رَجُلٌ مُتَزَمِّتٌ: پىكرىدە چىڭ تۇرىدىغان ئادەم، دىندا چىڭ تۇرىدىغان ئادەم، مۇتەئەسسىپ ئادەم.

مُتَزَوِّجٌ ج مُتَزَوِّجُوْنَ: خوتۇنلۇق ئەر، خوتۇنى بار ئادەم.

مُتَزَوِّجَةٌ ج مُتَزَوِّجَاتٌ: ئەرلىك ئايال.

مُتَسَاهِلٌ: مۆتىدىل، ئىلمان، كەڭچىلىك قىلغۇچى، ئەپۇ قىلغۇچى.

مُتَسَاوٍ: باراۋەر بولغۇچى، ئوخشاش، تەڭ.

مُتَسَاوِي الْأَجْزَاءِ: ئىزومېر (خىمىيىۋى تەركىبى ئوخشاش مولېكۇلا تۈزۈلۈشى، فىزىكا ۋە خىمىيىلىك خوسۇسىيەتلىرى ھەر خىل ماددا).

مُتَسَاوِي الْأَضْلَاعِ: تەڭ تەرەپلىك.

مُتَسَاوِي الْحَرَارَةِ: تەڭ تېمپېراتۇرا، تەڭ ئىزوتىك.

مُتَسَاوِي الزَّوَايَا: تەڭ بۇلۇڭلار.

يَجِبُ أَنْ تَكُوْنَ كُلّ الدُّوَلِ كَبِيْرَةً كَانَتْ أَمْ صَغِيْرَةً مُتَسَاوِيَةً: مەيلى چوڭ بولسۇن، مەيلى كىچىك بولسۇن دۆلەتلەرنىڭ ھەممىسى باراۋەر بولۇشى كېرەك.

مُتَسَبِّبٌ: سەۋەب، نەتىجە.

مُتَسَرِّعٌ: ئالدىراڭغۇ.

مُتَسَلْسِلٌ: ئۈزلۈكسىز، ئۇدا.

رَقْمٌ مُتَسَلْسِلٌ: تەرتىپ نومۇرى، رەت نومۇرى.

بِصُوْرَةٍ مُتَسَلْسِلَةٍ: ئىزچىل تۈردە.

الْجَرَائِمُ الْمُتَسَلْسِلَةُ: بىر قاتار جىنايەتلەر.

نِمْرَةٌ مُتَسَلْسِلَةٌ: تەرتىپ نومۇرى، رەت نومۇرى.

مُتَسَلِّطٌ: باشقۇرغۇچى، كۆزەتكۈچى، كونترول قىلغۇچى، ھۆكۈمرانلىق قىلغۇچى.

مُتَسَلِّقٌ: ئېسىلغۇچى، ياماشقۇچى.

نَبَاتٌ مُتَسَلِّقٌ: ياماشقۇچى ئۆسۈملۈك، چىرماشقۇچى ئۆسۈملۈك.

مُتَسَلِّمٌ: ھاكىم.

خُبْزٌ مُتَسَنِّةٌ: كۆكىرىپ قالغان نان.

مُتَسَوِّطٌ: ئۆزىنى قامچىلىغۇچى.

مُتَسَوِّلٌ: تىلەمچى، قەلەندەر، دىۋانە، ئابدال.

مُتَشَائِمٌ ج مُتَشَائِمُوْنَ: ئۈمىدسىز، روھى چۈشكەن.

لَا تَكُنْ مُتَشَائِمًا تَنْظُرُ إِلَى الْحَيَاةِ بِمِنْظَارٍ أَسْوَدَ: ھاياتنى قاپقاراڭغۇ جاڭگال قىلىۋېلىپ، ئۈمىدسىز قارىما.

مُتَشَابِكٌ: ئارىلاشقان، چىگىچلىشىپ كەتكەن، مۇرەككەپلىشىپ كەتكەن، پەنجىرە.

مُتَشَابِهٌ ج مُتَشَابِهُوْنَ: ئوخشاش، خۇددى شۇنداق.

﴿وَالزَّيْتُوْنَ وَالرُّمَّانَ مُتَشَابِهاً وَغَيْرَ مُتَشَابِهٍ﴾ «قرآن»: (رەڭگى ۋە شەكلى) بىر-بىرىگە ئوخشايدىغان (تەمى) ئوخشىمايدىغان زەيتۇن ۋە ئانارنى ياراتتى.

مُتَشَابِهَةٌ ج مُتَشَابِهَاتٌ: مەنىسى ئېنىق ئەمەس سۆزلەر، مەنىسى مۇئەييەن ئەمەس سۆزلەر، مۇجمەل سۆزلەر.

﴿مِنْهُ آيَاتٌ مُحْكَمَاتٌ هُنَّ أُمُّ الْكِتَابِ وَأُخَرُ

مُتَشَابِهَاتٌ ﴾ «قرآن»: ئۇنىڭدا مۇھكەم (يەنى مەنىسى ئوچۇق) ئايەتلەر باركى، ئۇلار كىتابنىڭ (يەنى پۈتۈن قۇرئاننىڭ) ئاساسىدۇر. يەنە باشقا مۇتەشابىھ (يەنى مەنىسى مۇئەييەن ئەمەس) ئايەتلەر باردۇر.

مُتَشَابِهَاتٌ: ئوتتۇق، مۇجمەل، غۇۋا، مەنىسى مۇئەييەن ئەمەس ئايەتلەر.

مُتَشَاكِسٌ ج مُتَشَاكِسُونَ: دەتالاش قىلىشقۇچىلار.

﴿فِيهِ شُرَكَاءُ مُتَشَاكِسُونَ﴾ «قرآن»: ئۇنىڭغا (ئىشقا سېلىشنى) تالىشىدىغان نۇرغۇن خوجايىنلار ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ.

مُتَشَامِخٌ: تەكەببۇر، مۇغەمبەر.

مُتَشَبِّثٌ: تەرسا، جاھىل، كاج، چىڭ تۇتقۇچى، ئېسىلغۇچى.

مُتَشَرِّدٌ ج مُتَشَرِّدُونَ: ئازغۇن، ئاداشقۇچى، سەرگەردان.

مُتَشَرِّعٌ ج مُتَشَرِّعُونَ: ئادۋوكات، قانۇنشۇناس.

مُتَشَقِّقٌ: يېرىلغان، دەز كەتكەن، چاك كەتكەن.

مُتَشَكِّرٌ: رەھمەت ئېيتقۇچى، تەشەككۇر بىلدۈرگۈچى.

مُتَشَيِّعٌ: ھەۋەسكار، ھېرىسمەن.

مُتَصَاعِدٌ: ئېگىز، يۇقىرى.

غَازٌ مُتَصَاعِدٌ: ئۆرلەۋاتقان گاز.

أَصْوَاتٌ مُتَصَاعِدَةٌ صَاخِبَةٌ: يۇقىرى ئاۋازلىق ۋاراڭ-چۇرۇڭ.

مُتَصَدِّعٌ: يېرىلغان، چاك كەتكەن.

بِنَاءٌ مُتَصَدِّعٌ: چاك كەتكەن بىنا.

﴿لَوْ أَنْزَلْنَا هَذَا الْقُرْآنَ عَلَى جَبَلٍ لَرَأَيْتَهُ خَاشِعاً مُتَصَدِّعاً مِنْ خَشْيَةِ اللَّهِ﴾ «قرآن»: ئەگەر بىز قۇرئاننى بىرەر تاغقا نازىل قىلغان بولساق، چوقۇم سەن ئۇنىڭ ئاللاھدىن قورققانلىقتىن باش ئەگكەنلىكىنى، يېرىلىپ كەتكەنلىكىنى كۆرەتتىڭ.

مُتَصَدِّقٌ: سەدىقە بەرگۈچى.

﴿وَتَصَدَّقْ عَلَيْنَا إِنَّ اللَّهَ يَجْزِي الْمُتَصَدِّقِينَ﴾ «قرآن»: بىزگە سەدىقە قىلغىن، ئاللاھ سەدىقە قىلغۇچىلارنى ھەقىقەتەن مۇكاپاتلايدۇ.

مُتَصَرِّفٌ ج مُتَصَرِّفُونَ: باشقۇرغۇچى.

مُتَصَرِّفِيَّةٌ: ئۆلكە.

حَاكِمُ مُتَصَرِّفِيَّةٌ: ئۆلكە باشلىقى.

مُتَصَعْلِكٌ: لۈكچەك، سەرگەردان، ماكانسىز.

مُتَصَلِّبٌ ج مُتَصَلِّبُونَ: قاتتىق.

مُتَصَلِّبٌ فِي رَأْيِهِ: كېيىدە چىڭ تۇرۇۋالىدىغان.

مُتَصَنِّعٌ ج مُتَصَنِّعُونَ: ياسىمچى.

إِمْرَأَةٌ مُتَصَنِّعَةٌ فِي كَلَامِهَا: ياساپ سۆزلەيدىغان ئايال.

مُتَصَوِّفٌ: سوپى، تەسەۋۋۇپچى، تەرىقەتچى.

التَّنَاقُضَاتُ الْمُتَضَادَّةُ: ئانتاگونىسلىك زىددىيەت.

مُتَضَارِبٌ: زىددىيەتلەشكۈچى، رەقىب؛ ئېتىراز بىلدۈرگۈچى.

مُتَضَايِقٌ: ئىچ پۇشۇقى، خاپىلىق.

مُتَضَعْضِعٌ: خاراب بولغۇچى، ۋەيران بولغۇچى، بۇزۇلغان.

مُتَطَاوِلٌ: تىك تۆت بۇلۇڭلۇق، ئۇزۇن.

مُتَطَرِّفٌ: ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتكۈچى؛ رادىكال؛ ئۇچىغا چىققان؛ قىممەت باھا نەرسە؛ كەم ئۇچرايدىغان نەرسە؛ ھەدىيە، سوۋغات.

مُتَطَرِّفٌ (فِي السياسة): كەسكىن.

مُتَطَفِّلٌ: چاقىرىلمىغان مېھمان، ھارامتاماق، بىكار تەلەپ.

مُتَطَلِّبٌ ج مُتَطَلِّبَاتٌ: ئىشقا ئېشىشى تەلەپ قىلىنىدىغان ئىش.

مُتَطَلِّبٌ جَامِعِيٌّ: ستودېنت، ئوقۇپ ئۆگىنىشكە تەلەپ قىلىنىدىغان دەرسلەر.

صَنَاعَةٌ مُتَطَوِّرَةٌ: تەرەققىي قىلغان سانائەت.

مُتَطَوِّعٌ ج مُتَطَوِّعَةٌ: پىدائىي.

اَلْجَيْشُ الْمُتَطَوِّعُ: پىدائىي قوشۇن.

مُتَظَاهِرٌ: نامايىشچى.

مَتَعَ يَمْتَعُ مَتْعًا وَمُتْعَةً بِالشَّيْءِ: ئەكەتتى، ئېلىپ كەتتى، پايدىلاندى، مەنپەئەتلەندى، بەھرىمەن بولدى.

مَتَعَ الشَّيْءُ: نەرسە ئەڭ ياخشى بولدى.

مَتَعَ النَّهَارُ: چۈش بولدى، كۈن تىكلەشتى.

مُتَعَادِلٌ: تەكشى، باراۋەر.

مُتَعَادُوْنَ الْوَاحِدُ مُتَعَادٍ: ئۆزئارا دۈشمەنلەشكۈچى.

مُتَعَادٍ: تاشلىق، ئويغۇل-دوڭغۇل يەر.

مُتَعَارَفٌ: تونۇلغان، ئېتىراپ قىلىنغان، مەشھۇر.

مُتَعَاقِبٌ: ئارقا-ئارقىدىن، ئۈزلۈكسىز؛ ئالمىشىپ تۇرغۇچى، نۆۋەتلەشكۈچى.

مُتَعَاقِدٌ: توختام تۈزگۈچى، كېلىشىم تۈزگۈچى، قېتىشىپ قالغان، تۈيۈپ قالغان.

اَلْمُتَعَاقِدَانِ: توختام تۈزۈشكەن ئىككى تەرەپ.

مُتَعَالٍ: ئالىيجاناب، يۈكسەك، ئالىي.

مُتْعِبٌ: كىشىنى ھالسىرىتىدىغان.

مُتْعَبٌ: ھارغان، چارچىغان.

أَنَا مُتْعَبُ الْيَوْمَ لِلْغَايَةِ: مەن بۈگۈن بەك چارچاپ كەتتىم.

مَتْعَبٌ، مَتْعَبَةٌ ج مَتَاعِبُ: قىيىنچىلىق، مۇشەققەت.

مَتَاعِبُ السَّفَرِ: سەپەرنىڭ جاپا-مۇشەققەتلىرى.

مَتَاعِبُ الْمَرَضِ: كېسەل ئازابى.

مَتَاعِبُ الْحَيَاةِ: تۇرمۇش ئېغىرچىلىقلىرى، تۇرمۇش قىيىنچىلىقلىرى.

مُتَعَبِّدٌ: ئابىد، ئىبادەت قىلغۇچى.

مُتْعَةٌ وَمِتْعَةٌ ج مُتَعٌ وَمِتَعٌ: پايدىلانماق، مەنپەئەتدار بولماق، بەھرىمەن بولماق، ھوزۇرلانماق، لەززەتلەنمەك؛ سوۋغا؛ ئۆلۈم.

مُتْعَةٌ شَهِيَّةٌ: نازۇنېمەت، ئېسىل تائام.

مُتْعَةٌ قَلِيلٌ: ئاز مىقداردىكى ئوزۇق-تۈلۈك، ئازغىنە ئوزۇق.

مُتْعَةُ الطَّلَاقِ: نىكاھدىن ئاجراشقاندىن كېيىن ئايالنىڭ ئېلىشقا تېگىشلىك نېسىۋىسى.

زَوَاجُ الْمُتْعَةِ: ۋاقىتلىق ئۆيلىنىش، مۇددەت بەلگىلەپ نىكاھلىنىش.

«مُتْعَةٌ فِكْرِيَّةٌ»: ئەقلى ھوزۇرلىنىش.

«السَّفَرُ بِالطَّرِيقِ الْبَرِّيِّ مُتْعَةٌ»: قۇرۇقلۇق سەپىرىنىڭ ئۆزى بىر خىل ھوزۇرلىنىشتۇر.

«أَمَاكِنُ الْمُتْعَةِ»: كۆڭۈل ئاچىدىغان جايلار.

مُتَعَجْرِفٌ: ھاكاۋۇر، مەنمەنچى.

تَصَرَّفَ بِصُوْرَةٍ فَظَّةٍ وَمُتَعَجْرِفَةٍ: يولسىزلىق قىلدى.

مُتَعَدِّدٌ: نۇرغۇن، كۆپ، كۆپ مىقدار.

مُتَعَدِّدُ الْأَشْكَالِ: خىلمۇخىل.

مُتَعَدِّدُ الْأَضْلَاعِ: كۆپ تەرەپلىك، كۆپ قىرلىق.

مُتَعَدِّدُ الْجَوَانِبِ: كۆپ تەرەپلىمىلىك.

مُتَعَدِّدُ اللُّغَاتِ: كۆپ تىللىق.

مُتَعَدٍّ ج مُتَعَدُّوْنَ: ئۆتكۈچى، ئېشىپ كەتكۈچى، تاجاۋۇزچى.

فِعْلٌ مُتَعَدٍّ: ئۆتۈملۈك پېئىل.

مُتَعَذِّرٌ: قىيىن، جاپالىق، ئورۇنلىغىلى بولمايدىغان، مۇمكىن بولمايدىغان.

مُتَعَرِّجٌ: دولقۇنلۇق، دولقۇنسىمان، ئەگرى-بۈگرى.

مُتَعَصِّبٌ: قىزغىن، غەيرەتلىك؛ ئۆز كۆز قارىشىدا بىر تەرەپلىمە چىڭ تۇرىدىغان، مۇتەئەسسىپ.

مُتَعَصِّبٌ لِمَذْهَبٍ: گۇرۇھۋاز، شەخسىيەتچى.

مُتَعَصٍّ: مۇشەققەت، جاپالىق؛ داۋالاش قىيىن؛ مەھكەم ئورناشقان.

مُتَعَضُونٌ: ئورگانىك، جانلىق، ئەزالىق.

مُتَعَطِّشٌ ج مُتَعَطِّشُونَ: چاڭقىغۇچى، ئۇسسىغۇچى، قاتتىق ئىنتىلگۈچى.

كَانَ مُتَعَطِّشًا لِسَمَاعِ أَخْبَارِ أَهْلِهِ: ئائىلىسىنىڭ خەۋەرلىرىنى ئاڭلاشقا تەشنا ئىدى.

مُتَعَظِّمٌ: ھاكاۋۇر، چوڭچى.

مُتَعَفِّنٌ: سېسىغان، چىرىگەن.

هَذِهِ التُّفَّاحَاتُ كُلُّهَا جَيِّدَةٌ وَلَا تُوجَدُ وَاحِدَةٌ مِنْهَا مُتَعَفِّنَةً: بۇ ئالمىلارنىڭ ھەممىسى ناھايىتى ياخشى. ئارىسىدا بىرمۇ سېسىقى يوق.

مُتَعَقِّلٌ: زېرەك، چېچەن.

مُتَعَلِّقٌ بِهِ: ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك، ئۇنىڭغا تەئەللۇق.

مُتَعَلِّمٌ ج مُتَعَلِّمُونَ: ئوقۇغۇچى، تەلىم ئالغۇچى، ئەدەپلىك، مەدەنىيەتلىك، بىلىملىك، زىيالى.

مُتَعَمِّدٌ: قەستەن.

﴿وَمَن يَقْتُلْ مُؤْمِناً مُتَعَمِّداً فَجَزَاؤُهُ جَهَنَّمُ﴾ «قۇرئان»: كىمكى بىر مۆمىننى قەستەن ئۆلتۈرىدىكەن، ئۇنىڭ جازاسى جەھەننەم بولىدۇ.

«مَنْ كَذِبَ عَلَي مُتَعَمِّدًا فَلْيَتَبَوَّأْ مَقْعَدَهُ مِنَ النَّارِ» «ھەدىس»: كىمكى مەن دېمىگەن سۆزنى يالغاندىن مېنى دېدى دېسە، ئۇ ئادەم جايىنى دوزاخ دەپ بىلسۇن.

مُتَعَنِّتٌ: كاج، جاھىل، تەرسا.

مُتَعَهِّدٌ: توختام تۈزگۈچى، كېلىشىم ئىمزالىغۇچى، ھۆددىگەر.

سَيَقُومُ بِتَنْفِيذِ الْمَشْرُوعِ الْجَدِيدِ أَحَدُ الْمُتَعَهِّدِينَ الْأَكْفِيَاءِ: يېڭى پىلاننى ئىجرا قىلىشنى يارامىلىق ھۆددىگەر ئۈستىگە ئالدى.

مَتْعُوبٌ: ھارغان، چارچىغان.

مَتْعُوسٌ: بەختسىز، بىچارە، بىتەلەي.

مُتَعَوِّدٌ: ئادەتلەنگۈچى.

مُتَغَايِرٌ ج مُتَغَايِرُونَ: ھەر خىل، ھەر تۈرلۈك، قۇرۇلۇشى بىر-بىرىگە ئوخشىمايدىغان.

مُتَغَرِّبٌ: ياقا-يۇرتلۇق، يۇرتىدىن ئايرىلغان.

مُتَغَضِّنٌ: پۈرلەشكەن، قورۇلغان.

عِنْدَمَا يَطْعَنُ الْمَرْأُ فِي السِّنِّ يُصْبِحُ جِلْدُهُ مُتَغَضِّنًا: كىشى ياشانغاندا تېرىسى قورۇلۇپ قالىدۇ.

مُتَغَطْرِسٌ: ھاكاۋۇر، مەنمەنچى.

كَانَ مُعْجِبًا بِنَفْسِهِ مُتَغَطْرِسًا: مەنمەنچىلىك قىلىپ ئۆزىنى قالتىس سانايتتى.

مُتَغَلِّبٌ: غالىب، يەڭگۈچى.

مُتَغَيِّرٌ: ئۆزگىرىشچان، تۇراقسىز، ئالمىشىپ تۇرغۇچى.

مُتَفَائِلٌ ج مُتَفَائِلُونَ: ئۈمىدۋار، بىغەم.

يَعِيشُ الْمُتَفَائِلُونَ فِي سَعَادَةٍ: ئۈمىدۋار كىشىلەر بەخت ئىچىدە ياشايدۇ.

مُتَفَاحِشٌ: ئادەتتىن تاشقىرى، يەۋۇقۇلئاددە.

مِتْفَالٌ: بەتبۇي ئادەم.

مُتَفَاوِتٌ: قائىدىسىز، تەرتىپسىز، پەرقلىق.

مُتَفَتِّرٌ: بوشاپ قالغۇچى، ئاربلاپ داۋاملاشقۇچى.

مُتَفَجِّرٌ: پارتلىغۇچى.

مَوْقِفٌ مُتَفَجِّرٌ: پارتلاش ھالىتىدىكى مەيدان.

الْمُتَفَجِّرَاتُ: پارتلاتقۇچلار.

الْمَوَادُّ الْمُتَفَجِّرَةُ: پارتلاتقۇچ ماددىلار.

مُتَفَرِّعٌ: كۆپ تارماقلىق، كۆپ شاخلىق، كۆپ خىل.

مُتَفَرِّعَاتٌ: قوشۇمچە مەھسۇلات.

الْبِتْرُولُ وَمُتَفَرِّعَاتُهُ: نېفىت ۋە ئۇنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتلىرى.

مُتَفَرِّقٌ ج مُتَفَرِّقُونَ م مُتَفَرِّقَةٌ: تارقاق، چېچىلىپ كەتكەن.

﴿أَأَرْبَابٌ مُتَفَرِّقُونَ خَيْرٌ﴾ «قۇرئان»: تارقاق كۆپ

مەبۇدلار ياخشىمۇ؟

﴿وَادْخُلُوا مِنْ أَبْوَابٍ مُتَفَرِّقَةٍ﴾ «قۇرئان»: باشقا-باشقا دەرۋازىدىن كىرىڭلار.

مُتَفَرِّقَاتٌ: تۈرلۈك نەرسىلەرنىڭ يىغىندىسى.

مُتَفَرِّنْجٌ: ياۋروپالاشقۇچى.

شَابٌّ مُتَفَرِّنْجٌ: ياۋروپالىشىپ كەتكەن ياش.

مُتَفَشٍّ: تاراپ كەتكۈچى، يېيىلىپ كەتكۈچى.

مِتْفَلَةٌ ج مَتَافِلُ: تۈكۈرۈك قاچىسى، گارشوك.

مُتَفَلْسِفٌ: پەيلاسوپلۇق دەۋاسى قىلغۇچى، ئۆزىنى پەيلاسوپ دەۋالغۇچى.

مُتَفَنِّنٌ: كەشپىياتچى، ئىجادىيەتچى.

كَانَ كَاتِبًا مُتَفَنِّنًا: ئۇ ئىجادكار يازغۇچى ئىدى.

مُتَفَوِّقٌ: ئۈستۈن، ئۈستۈنلۈك قازانغۇچى، ماھىر، غالىب، پۇختا، پىششىق.

جَانِبُنَا فِي وَضْعٍ مُتَفَوِّقٍ: ئۈستۈنلۈك بىز تەرەپتە.

مُتَقَابِلٌ: يۈزلىشىپ تۇرغۇچى.

﴿مُتَّكِئِينَ عَلَيْهَا مُتَقَابِلِينَ﴾ «قۇرئان»: تەختلەرگە يۆلەنگەن ھالدا، بىر - بىرگە قارىشىپ ئولتۇرىدۇ.

مُتَقَادِمٌ: بۇرۇنقى، قەدىمكى.

مُتَقَادِمُ الْعَهْدِ: بۇرۇنقى زامان، قەدىمكى زامان.

مُتَقَارِبٌ ج مُتَقَارِبُونَ: يېقىن، زىچ، شېئىرنىڭ مەلۇم ۋەزنى.

«أَشْجَارٌ مُتَقَارِبَةٌ»: زىچ دەرەخلەر.

هُمَا مُتَقَارِبَانِ فِي السِّنِّ: ئۇ ئىككىسى تەڭتۇش.

مُتَقَاضٍ ج مُتَقَاضُونَ: ئەرز قىلغۇچى، شىكايەت قىلغۇچى.

مُتَقَاعِدٌ: خىزمەتتىن چېكىنگۈچى، پېنسىيىگە چىققۇچى.

مُتَقَبِّضٌ: قورۇلغان، تارايغان.

مُتَقَدِّسٌ: مۇقەددەس، پاك.

مُتَقَدِّمٌ ج مُتَقَدِّمُونَ: ئىلغار، ئىلگىرىلىگۈچى، مۇۋەپپەقىيەت قازانغۇچى، ياخشىلانغۇچى.

مُتَقَدِّمٌ فِي السِّنِّ: ياشانغان، يېشەدەم.

الْمُتَقَدِّمُ: بىرىنچى، ئەڭ ئاۋۋال.

الْمُتَقَدِّمُ ذِكْرُهُ: يۇقىرىدا بايان قىلىنغان تىلغا ئېلىنغان.

«الدُّوَلُ الْمُتَقَدِّمَةُ»: تەرەققىي تاپقان دۆلەتلەر.

أَنَّهُ لَمْ يَتَعَلَّمْ حَتَّى مَبَادِئَ الرِّيَاضِيَّاتِ فَكَيْفَ يُمْكِنُهُ أَنْ يَتَعَلَّمَ الرِّيَاضِيَّاتِ الْمُتَقَدِّمَةَ: ئۇ باشلانغۇچ ماتېماتىكىنىمۇ ئۆگەنمىگەن تۇرسا قانداقمۇ ئالىي ماتېماتىكىنى ئۆگىنەلىسۇن.

مُتَقَرِّحٌ: جاراھەتلەنگۈچى، يارىلانغان، مەجرۇھ.

مُتَقَشِّفٌ ج مُتَقَشِّفُونَ: ئاددىي-ساددا ياشىغۇچى.

«عَالِمٌ مُتَقَشِّفٌ»: راھەت-پاراغەتكە بېرىلمىگەن ئالىم.

مُتَقَصِّدٌ: مەقسەتلىك، قەستەن، ئەتەي، نىشانلىق.

مُتَقَطِّعٌ: ئارىلاپ ئۈزۈلگەن.

تَيَّارٌ مُتَقَطِّعٌ: تۇراقسىز توك.

«أَجَابَهُ فِي صَوْتٍ مُتَقَطِّعٍ»: توختاپ-توختاپ جاۋاب بەردى.

لَقَدْ كُتِبَ هَذِهِ الْأُطْرُوحَةُ عَلَى نَحْوٍ مُتَقَطِّعٍ خِلَالَ نِصْفِ سَنَةٍ: بۇ ئىلمىي ماقالە ئارىلاپ-ئارىلاپ يېزىلىپ يېرىم يىلدا يېزىلىپ بولۇندى.

مُتَقَلِّبٌ: ئۆزگىرىشچان، تۇراقسىز.

مُتَقَلِّبُ الْأَطْوَارِ: كەيپىنىڭ تۇتامى يوق، ئالا كۆڭۈل، ئاسان ئۆزگىرىدىغان.

﴿وَاللَّهُ يَعْلَمُ مُتَقَلَّبَكُمْ وَمَثْوَاكُمْ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ سىلەرنىڭ «دۇنيادىكى» ھەرىكىتىڭلارنى ۋە «ئاخىرەتتىكى» جايىڭلارنى بىلىدۇ.

«جَوٌّ مُتَقَلِّبٌ»: ئۆزگىرىشچان ھاۋا.

مَرِيضٌ مُتَقَلِّبٌ عَلَى فِرَاشِهِ: يېتىپ قالغان كېسەل.

مُتَقَلِّدٌ: تەقلىد قىلغۇچى، دورىغۇچى؛

ئېسىۋالغۇچى، تاقىۋالغۇچى.

مُتَقَلْقِلٌ: تۇراقسىز، تەۋرەنگۈچى.

مُتَقَلِّصٌ: تارايغۇچى، قورۇلغۇچى، قىسقىرىغۇچى، كىرىشىپ كەتكۈچى.

مُتْقَنٌ: ئېنىق، مۇكەممەل، پۇختا.

لَقَدْ صَنَعْتُ هَذَا الْعَمَلَ عَلَى نَحْوٍ غَيْرِ مُتْقَنٍ: بۇ ئىشنى قولۇمنىڭ ئۇچى بىلەنلا ئىشلەپ قويدۇم.

مَتْقُوْنٌ: ئېنىق، مۇكەممەل.

مُتَقَيِّحٌ: يىرىڭلىق، يىرىڭلاپ قالغان.

مَتَكَ يَمْتُكُ مَتْكًا الشَّيْءَ: ئۈزۈۋەتتى، كېسىۋەتتى.

مَتْكٌ: چىۋىننىڭ بۇرنى.

مِتْكٌ: تىزىق، باغلام، زىخ، ساپ (ئۈزۈمنىڭ)؛ چوڭ يىگنە.

مُتَكَافِئَةٌ: تەڭلىك، باراۋەرلىك.

مُعَاهِدَةٌ غَيْرُ مُتَكَافِئَةٍ: تەڭسىز شەرتنامە.

إِلْغَاءُ الْمُعَاهَدَاتِ غَيْرِ الْمُتَكَافِئَةِ: تەڭسىز شەرتنامىلەرنى بىكار قىلىش.

مُتَكَبِّرٌ مُتَكَبِّرُوْنَ: ھاكاۋۇر، چوڭچى، مۇتەكەببۇر.

الْمُتَكَبِّرُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بىرى بولۇپ ئۇلۇغلۇق ئىگىسى دېگەن مەنىدە.

﴿الْمَلِكُ الْقُدُّوسُ السَّلَامُ الْمُؤْمِنُ الْمُهَيْمِنُ الْعَزِيزُ الْجَبَّارُ الْمُتَكَبِّرُ﴾ «قۇرئان»: ئۇ، مۇتلەق پادىشاھدۇر، پاكتۇر، سالامەتلىك بېغىشلىغۇچىدۇر، ئەمىن قىلغۇچىدۇر، ھەممىنى كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر، غالىبتۇر، قەھرى قىلغۇچىدۇر، ئۇلۇغلۇق ئىگىسىدۇر.

مُتَكَتِّفٌ: قول قوۋۇشتۇرغۇچى.

جَلَسَ مُتَكَتِّفًا: قول قوۋۇشتۇرۇپ ئولتۇردى.

مُتَكَتِّلٌ ج مُتَكَتِّلُوْنَ: توپلانغان، گۇرۇھ بولۇۋالغان، غۇژمەك.

بِنَاءَاتٌ مُتَكَتِّلَةٌ: زىچ بىنالار.

مُتَكَدِّرٌ: پاراكەندە بولغۇچى.

مُتَكَرِّرٌ: قايتا ـ قايتا.

مُتَكَرِّرُ الْحُدُوْثِ: قايتا مەيدانغا كەلگەن.

بِصُوْرَةٍ مُتَكَرِّرَةٍ: تەكرار رەۋىشتە.

مُتَكَرِّهٌ: يىرگەنگۈچى، نارازى بولغۇچى.

مُتَكَّسٌ: باھاسى بەلگىلەنگەن.

رِسَالَةٌ مُتَكَّسَةٌ: زاكاس خەت.

مُتَكَلِّفٌ ج مُتَكَلِّفُوْنَ: ياسالغان قىياپەتكە كىرىۋالغۇچى، سۈنئىي تۇسكە كىرىۋالغۇچى.

مُتَكَلِّفُ الْكَرَمِ: ئالىيجاناب قىياپەتكە كىرىۋالغۇچى.

مُتَكَلِّمٌ: سۆزلىگۈچى، باياناتچى.

الْمُعْتَزِلِيُّ الْمُتَكَلِّمُ: ئىلمىي كالام بىلەن شۇغۇللانغۇچى مۇئتەزىل.

مُتَلَاحِزٌ مِنَ الْأَشْجَارِ: چىرمىشىپ كەتكەن دەرەخلەر.

مُتَلَاحِقٌ ج مُتَلَاحِقُوْنَ: ئارقىمۇئارقا كەلگۈچىلەر.

أَعْمَالٌ مُتَلَاحِقَةٌ: ئۈزۈلمەس خىزمەتلەر.

رِيَاضِيُّوْنَ مُتَلَاحِقُوْنَ: يېتىشىۋالغۇچى تەنھەرىكەتچىلەر.

مُتَلَازِمٌ: مۇلازىم، ئايرىلالمايدىغان، خىزمەتكار.

مُتَلَاشٍ: يوقالغۇچى، ھالاك بولغۇچى، مۇنقەرز بولغۇچى.

مِتْلَافٌ: بۇزغۇنچى، ھالاك قىلغۇچى.

مِتْلَافُ وَقْتٍ: ۋاقىتنى ئىسراپ قىلغۇچى.

مُتَلَأْلِئٌ: يالتىراق، پارقىراق، پىلىلداپ تۇرغان، جىمىرلاۋاتقان، نۇر چېچىپ تۇرغان، يورۇق، نۇرلۇق، جىلۋىلىك.

مُتَلَبِّدٌ: كىرىشىپ كەتكەن، چىگىش.

«سُحُبٌ مُتَلَبِّدَةٌ»: گىرەلىشىپ كەتكەن بۇلۇتلار.

سَمَاءٌ مُتَلَبِّدَةٌ: بۇلۇت قاپلاپ كەتكەن ئاسمان.

مُتَلَبِّسٌ ج مُتَلَبِّسُوْنَ: كىيىم كىيگەن.

مُتَلَبِّسٌ بِجَرِيْمَةٍ: جىنايەت ئۆتكۈزگەن.

«أُلْقِيَ عَلَيْهِ الْقَبْضُ وَهُوَ مُتَلَبِّسٌ بِجَرِيْمَةِ الْقَتْلِ»: ئۇ

قاتىللىق جىنايىتى ئۆتكۈزۈۋاتقاندا قولغا ئېلىندى.

مُتَلَئِّمٌ: شارپا بىلەن ئېغىز-بۇرنىنى يۆگىۋالغۇچى.

مُتَلَدِّدٌ ج مُتَلَدِّدُونَ: جېدەل-ماجىراچى، بەك تالاش-تارتىش قىلىدىغان.

مُتَلَذِّذٌ ج مُتَلَذِّذُونَ: ھوزۇرلانغۇچى.

مُتَلَذِّذٌ بِمَنَاظِرِ الطَّبِيْعَةِ: تەبىئەت مەنزىرىلىرى بىلەن ھوزۇر ئالغۇچى.

مُتَلَعْثِمٌ: دۇدۇقلىغۇچى، كېكەچ، دۇدۇقلايدىغان.

مُتْلِفٌ: بۇزغۇچى، بۇزغۇنچى؛ زىيانلىق؛ زىيان-زەخمەت يەتكۈزگۈچى.

مُتْلَفٌ: ۋەيران قىلىنغان، زەخمىلەنگەن، بۇزۇلغان.

مَتْلَفٌ، مَتْلَفَةٌ ج مَتَالِفُ: بالا-قازا، ھالاكەت، ئۆلۈم.

مَسْرَحِيَّةٌ مُتَلْفَزَةٌ: تېلېۋىزىيە تىياتىرى.

مُتَلَوِّنٌ: رەڭلىك، بويالغان، سىرلىق، رەڭگى ئۆزگىرىشچان، بويالغان، رەڭ بېرىلگەن.

حَرِيْرٌ مُتَلَوِّنٌ: پارقىراق تاۋار.

مُتَلَهِّفٌ: تەشنا بولغان، خۇمار بولغان، ئىنتىزار بولغان، مەستانە، ئارزۇمەند، ھەۋەس قىلغۇچى.

مُتَلَهِّفٌ إِلَى مُطَالَعَةِ الْقِصَصِ: ھېكايە ئوقۇش مەستانىسى.

مُتَلَّهٍ عَنْ: يۈز ئۆرۈگۈچى.

التِّلْمِيْذُ مُتَلَّهٍ عَنْ سِمَاعِ الدَّرْسِ: شاگىرت دەرس ئاڭلاشتىن يۈز ئۆرۈگۈچىدۇر.

مَتْلُوفٌ: بۇزۇلغان، ۋەيران قىلىنغان، بۇزۇپ چېچىلغان.

مَتْلُوْهُ الْعَقْلِ: ھەيرەتتە قالغۇچى، ئەقلى قاچقۇچى، پىكرى بۆلۈنگۈچى.

مُتَمَاسِكٌ: بىرلەشكۈچى، ئىتتىپاقلاشقۇچى، ئۇيۇشقۇچى.

مُتَمَدِّيْنٌ: مەدەنىي، گۈللەنگەن، مەدەنىيەتلىك.

مُتَمَرِّدٌ: ئاسىيلىق قىلغۇچى، قارشىلىق قىلغۇچى.

مُتَمَرِّضٌ: ئاغرىقچان، كېسەلچان، كېسەل كۆرپىسى.

مُتَمَرِّنٌ: چېنىققان، ئىش كۆرگەن، تەجرىبىلىك، تەدبىرلىك.

مُتَمَسِّكٌ: چىڭ تۇتقۇچى، ئېسىلغۇچى، بىرلەشكۈچى، ئىتتىپاقلاشقۇچى.

مُتَمَعِّجٌ: ئەگرى-بۈگرى، ئەگرى توقاي، قىڭغىر-سىڭغىر.

مُتَمَغِّطٌ: يېپىشقاق.

مُتَمَكِّنٌ: مۇستەھكەم، پۇختا.

مُتَمَلِّقٌ: تەخسكەش، خۇشامەتچى.

مُتَمِّمٌ: تولۇقلىغۇچى، ئورۇنلىغۇچى، تاماملىغۇچى.

مُتَمَّمٌ: ئورۇنلانغان، تاماملانغان.

يَمِيْنٌ مُتَمِّمَةٌ: تولۇقلىما قەسەم.

مُتَمَنٍّ: ئارزۇ قىلغۇچى، ئۈمىد قىلغۇچى، ئۈمىدۋار.

مُتَمَنِّيَاتٌ: تىلەك، ئارزۇ، ئۈمىد.

مُتَمَهِّلٌ: ئاستا، سۆرەلمە، مىسمىس.

مُتَمَوِّجٌ: دولقۇنلىغۇچى، دولقۇنلاپ تۇرغان، ئۆركەشلىگۈچى، مەۋج ئۇرغۇچى.

مُتَمَوِّلٌ: كاپىتالىست، مالدار، پۇلدار، باي.

مُتَمَيِّزٌ: پەرقلىق، ئالاھىدە بولغۇچى، ئايرىلغۇچى.

مَتُنَ يَمْتُنُ مَتَانَةً: مۇستەھكەم بولدى، پۇختا بولدى، قاتتىق بولدى، چىڭ، مەزمۇت بولدى.

مَتْنٌ ج مِتَانٌ وَمُتُوْنٌ: دۈمبە، كەينى، ئۇچا.

مَتْنُ الطَّرِيْقِ: يول يۈزى، يول ئۈستى.

مَتْنُ اللُّغَةِ: لۇغەت تەركىبى، لېكسىكا.

عَلَى مَتْنِ الطَّائِرَةِ: ئايروپىلان ئۈستىدە.

«مَتْنُ الْكِتَابِ»: كىتابنىڭ تېكىستى.

سَارَ مَتْنَ النَّهَارِ: كۈن بويى ماڭدى.

مُتَنَاثِرٌ: چېچىلىپ كەتكەن، ئايرىلىپ كەتكەن.

سَقَطَ مُتَنَاثِرًا: چېچىلىپ كەتتى.

قَبَائِلٌ مُتَنَاثِرَةٌ: تارقاق قەبىلىلەر.

مُتَنَازِلٌ: ئۆتۈنۈپ بەرگۈچى.

مُتَنَازِلٌ عَنْ حَقِّهِ: ھەققىدىن ۋاز كەچكۈچى.

مُتَنَازَلٌ: ئۆتۈنۈپ بېرىلگەن.

مُتَنَاسِبٌ: مۇۋاپىق، ماس، لايىق.

مُتَنَاسِبُ الْأَعْضَاءِ: ئەزالىرى ماس كەلگەن.

مُتَنَافِرٌ: قارىمۇقارشى، بىر-بىرىگە زىت.

مُتَنَاقِصٌ: كېمىيىۋاتقان، ئازلاۋاتقان.

مُتَنَاقِضٌ: ئۆزئارا زىت، بىر-بىرىگە زىت، قارىمۇقارشى.

مُتَنَاهٍ: چەكلىك، يۇقىرى پەللە، ئاخىرقى نۇقتا، ئىنتايىن.

غَيْرُ مُتَنَاهٍ: چەكسىز، تۈگىمەس، ئاخىرى يوق.

«مَوْضُوعٌ مُتَنَاهٍ»: ئاخىرىغا يەتكەن تېما.

«قِطَارٌ مُتَنَاهٍ فِي السُّرْعَةِ»: ئىنتايىن تېز پويىز.

«مَقَالَةٌ مُتَنَاهِيَةٌ فِي الدِّقَّةِ»: ئىنتايىن ئىنچىكە ماقالە.

مُتَنَاوِبٌ: ئالماشقان، ئالمىشىۋاتقان، نۆۋەتچى، ئالماشقۇچى.

«تَيَّارٌ كَهْرَبَائِيٌّ مُتَنَاوِبٌ»: ئالمىشىپ تۇرىدىغان ئېلېكتر دولقۇنى.

«زِيَارَاتٌ مُتَنَاوِبَةٌ»: ئۆزئارا بېرىپ-كېلىشلەر.

مُتَنَاوَلٌ: يېتىپ بارغىلى بولىدىغان جاي (دائىرە)، ئاسان، ئوڭاي.

فَوْقَ مُتَنَاوَلِ الظُّنُونِ وَالشُّبَهَاتِ: شەك - شۈبھىسىز، گۇمانلىنىشقا بولمايدىغان.

«هَذَا الْأَمْرُ فِي مُتَنَاوَلِهِ»: بۇ ئىش ئۇنىڭغا ئاسان.

«فِيْ مُتَنَاوَلِ يَدِهِ»: ئۇنىڭ ئىلكىدە.

«مَوْضُوعٌ فِي مُتَنَاوَلِ الْجَمِيعِ»: ھەممەيلەنگە ئاسان تېما.

مُتَنَبِّئٌ: پەيغەمبەرلىك دەۋاسى قىلغۇچى، ئۆزىنى پەيغەمبەر دەۋالغۇچى، ئالدىن خەۋەر بەرگۈچى.

مُتَنَبِّئُ جَوِّيٌّ: ھاۋا رايىدىن ئالدىن خەۋەر بەرگۈچى.

الْمُتَنَبِّئُ: مەشھۇر ئەدىب شائىر ئەبۇ تەييىب مۇتەنەببىنىڭ لەقىمى.

مُتَنَبِّهٌ: ئويغاق، سەگەك، ھوشيار، سەزگۈر، تېتىك، ئېھتىيات قىلغۇچى.

مُتَنَزَّهٌ ج مُتَنَزَّهَاتٌ: ئويناپ يۈرىدىغان يەر، تاماشا قىلىدىغان يەر، سەيلىگاھ.

«مُتَنَزَّهُ الْأَطْفَالِ فِي الْحَدِيقَةِ الْعُمُومِيَّةِ»: ئاممىۋى باغچىدىكى باللار ئوينايدىغان يەر.

مُتَنَصِّتٌ: ئوغرىلىقچە قۇلاق سالغۇچى، ئوغرىلىقچە تىڭشىغۇچى.

مُتَنَطِّعٌ ج مُتَنَطِّعُونَ: شاللاق ياش.

فَتَاةٌ مُتَنَطِّعَةٌ: شاللاق قىز.

«هَلَكَ الْمُتَنَطِّعُونَ» ‹حديث›: «سۆز-ھەرىكەتتە چوڭقۇرلىشىمەن دەپ ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتكۈچىلەر ھالاك بولدى».

مُتَنَفِّسٌ: تىنغۇچى، نەپەس ئالغۇچى.

مُتَنَقِّلٌ: كۆچمەن، سەييارە.

«مُسْتَشْفًى مُتَنَقِّلٌ»: سەييارە دوختۇرخانا.

«مَعْرِضٌ مُتَنَقِّلٌ»: كۆچمە كۆرگەزمىخانا.

«مَكْتَبَةٌ مُتَنَقِّلَةٌ»: سەييارە كىتابخانا.

«الْأَعْرَابُ الْمُتَنَقِّلُونَ»: كۆچمەن ئەرەبلەر.

مُتَنَكِّرٌ: گىرىم قىلغان، يالغاندىن ياسانغان، نىقابلىنىۋالغان.

مُتَنَوِّرٌ: مەدەنىيەتلىك، مەرىپەتپەرۋەر، زىيالىي، ئوقۇمۇشلۇق، ئىلغار.

مُتَنَوِّعٌ: خىلمۇخىل، ھەر خىل، رەڭگارەڭ.

مَكَانٌ مُتَنَوِّعٌ: يىراق جاي.

مُتَهَاوِدٌ: ئادىل، مۇۋاپىق، ھەققانىيەتچى.

أَسْعَارٌ مُتَهَاوِدَةٌ: ئادىل باھا.

مُتَهَتِّكٌ: نومۇسسىز، بىھايا، شەرمەندە، رەسۋا.

مُتَهَتِّكٌ فِي سُلُوكِهِ: سايىاق، ھاياسىز.

مُتَهَدِّجٌ: تىترىگۈچى.

مُتَهَدِّمٌ: بۇزغۇنچى، ۋەيران قىلغۇچى.

مُتَهَدَّمٌ: بۇزۇلغان، خاراب بولغان.

مُتَهَذِّبٌ: تەربىيىلەنگەن، سەۋىيىلىك، ئەدەپلىك، مەدەنىيەتلىك.

مُتَهَذَّبٌ: تەربىيىلەنگەن، ئەدەپلىك.

مُتَهَكِّمٌ ج مُتَهَكِّمُونَ: مەسخىرىۋاز، مازاق قىلغۇچى، ساتىرىچى.

صَحَفِيٌّ مُتَهَكِّمٌ: ھەجۋىي ژۇرنالىست.

مُتَهَلِّلٌ: يورۇغۇچى، چاقنىغۇچى.

مُتَهَلِّلُ الْوَجْهِ: خۇش چىراي، ئوچۇق چىراي.

«فَتَاةٌ مُتَهَلِّلَةٌ لِنَجَاحِهَا فِي الْإِمْتِحَانِ»: ئىمتىھاندا مۇۋەپپەقىيەت قازىنىپ خۇشاللىقىدىن چىرايى يورۇپ كەتكەن قىز.

مُتَهَوِّرٌ: شاللاق، يەڭگىل، قارام، بىشەم، تەنتەك.

مُتَهَوِّسٌ: ساراڭ، مەجنۇن.

مُتَهَيِّجٌ ج مُتَهَيِّجُونَ: غەزەپلەنگۈچى.

مُتَهَيِّعٌ: ئېگىرقاپ قالغۇچى، يامانلىققا ئالدىرىغۇچى.

مُتَوَاتِرٌ: تۇتاشقان، ئۇلاشقان، ئارقىمۇئارقا، داۋاملاشقان.

مُتَوَازِنٌ: تەكشى، تەڭپۇڭ، ئۆلچەنگەن، قايىيىلىك.

مُتَوَازٍ (الْمُتَوَازِيُّ): تەڭ، تەڭداش.

مُتَوَازِي الْأَضْلَاعِ: پاراللېل تۆت تەرەپلىك.

الْمُتَوَازِيَانِ: قوش تورنىك.

مُتَوَاصِلٌ: ئۈزۈلۈكسىز، داۋاملىق، توختىماستىن.

مُتَوَافِرٌ: كۆپ، مول، يېتەرلىك، تولۇق.

غَيْرُ مُتَوَافِرٍ: يېتەرسىز.

مُتَوَالٍ: پەيدىنپەي، ئارقىمۇئارقا، داۋاملىق ئۈزۈلۈكسىز.

مُتَوَانٍ: سەل قارىغۇچى، كېچىكتۈرگۈچى، بوشاڭلىق قىلغۇچى، لايغەزەل.

مُتَوَتِّرٌ: جىددىي، كەسكىن، جىڭتىلغان، باغلانغان، تارتىلغان.

مَوْقِفٌ سِيَاسِيٌّ مُتَوَتِّرٌ: جىددىي سىياسىي مەيدان.

أَعْصَابٌ مُتَوَتِّرَةٌ: جىددىيلەشكەن نېرۋىلار.

مُتَوَحِّدٌ: بىردىنبىر، يېگانە، بويتاق.

مُتَوَحِّشٌ: ياۋايى، مەدەنىيەتسىز، ياۋۇز، ۋەھشىي يىرتقۇچ.

مُتَوَرِّدٌ: قىزىلگۈلدەك، ئەتىرگۈلدەك، قىزىل.

وَجْهٌ مُتَوَرِّدٌ: قىزىلگۈلدەك چىراي.

مُتَوَسِّطٌ: ئوتتۇرىدىكى، ئوتتۇرا دەرىجىلىك.

حَجْمٌ مُتَوَسِّطٌ: ئوتتۇرا تىپلىق.

فِي مُتَوَسِّطِ كَذَا: ئوتتۇرىدا، مەركىزىدە.

فِي مُتَوَسِّطِ الظَّلَامِ: قاراڭغۇدا.

فِي مُتَوَسِّطِ اللَّيْلِ: يېرىم كېچىدە.

فِي مُتَوَسِّطِ الْمَدِينَةِ: شەھەر مەركىزىدە.

الْبَحْرُ الْأَبْيَضُ الْمُتَوَسِّطُ: ئوتتۇرا دېڭىز.

مُتَوَسِّطُ الْقَامَةِ: ئوتتۇرا بوي.

مُتَوَسِّطُ الْحَالِ: ئوتتۇرا ھال.

مُتَوَسِّطُ الْعُمْرِ: ئوتتۇرا ياش.

الْمَوْجَةُ الْمُتَوَسِّطَةُ فِي الْإِذَاعَةِ: رادىئونىڭ ئوتتۇرا دولقۇنى.

مُتَوَسِّطِيٌّ: ئوتتۇرىغا مەنسۇپ.

مُنَاخٌ مُتَوَسِّطِيٌّ: نورمال ھاۋا كىلىماتى.

مُتَوَسِّمٌ ج مُتَوَسِّمُونَ: ئىنچىكە كۆزەتكۈچى، ئىنچىكە مۇلاھىزە قىلغۇچى.

﴿إِنَّ فِي ذَلِكَ لَآيَاتٍ لِلْمُتَوَسِّمِينَ﴾ «قرآن»: ئۇنىڭدا

كۆزەتكۈچىلەر ئۈچۈن ھەقىقەتەن نۇرغۇن ئىبرەتلەر بار.

مُتَوَضِّئ: تاھارەت ئالىدىغان جاي، خالا جاي.

مُتَوَطِّدٌ: ئىزچىل، پۇختا.

مُتَوَعِّكٌ: ساقسىز، كەيپسىز.

مُتَوَقِّفٌ: ئوكۇشلۇق، كۆڭۈلدىكىدەك.

مُتَوَفِّقٌ: ئوكۇشلۇق، ئۇتۇق قازانغۇچى.

مُتَوَفِّي: ۋاپات تاپتۇرغۇچى.

﴿إِنِّي مُتَوَفِّيكَ وَرَافِعُكَ إِلَيَّ﴾ «قۇرئان»: مەن سېنى (ئەجىلىڭ يەتكەندە) قەبزى روھ قىلىمەن، سېنى دەرگاھىمغا كۆتۈرىمەن (يەنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىمەن).

مُتَوَفَّى: ئۆلگۈچى، ۋاپات بولغان ئادەم.

فُلَانٌ الْمُتَوَفَّى سَنَةَ كَذَا: پالانى مۇنچىنچى يىلى ۋاپات بولغان.

مُتَوَقِّدٌ: يانغۇچى، كۆيگۈچى.

مُتَوَقِّدُ الذِّهْنِ: زېھنى ئۆتكۈر.

مُتَوَقَّعٌ: ئارزۇ قىلىنغان، ئۈمىد قىلىنغان.

مُتَوَكِّلٌ ج مُتَوَكِّلُونَ: ئىشەنگۈچى، يۆلەنگۈچى.

﴿إِنَّ اللَّهَ يُحِبُّ الْمُتَوَكِّلِينَ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ ھەقىقەتەن تەۋەككۇل قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ.

مُتَوَلِّ (الْمُتَوَلِّي) ج مُتَوَلُّونَ: مەسئۇل باشقۇرغۇچى، ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى، مۇتىۋەللى.

مُتَوَلِّي أَعْمَالِ الشَّرِكَةِ: شىركەتنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى.

الْمُتَوَلِّي أَمْرَ الْيَتِيمِ: يېتىمنىڭ ئىشلىرىغا ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى.

مُتَوَهِّجٌ: يېنىپ تۇرغان، كۆيۈپ تۇرغان، پارلاپ تۇرغان.

شَمْسٌ مُتَوَهِّجَةٌ: پارقىراپ تۇرغان قۇياش.

مُتَوَوِّلٌ: سېھىرلەنگەن، جادۇ قىلىنغان، قايمۇقتۇرۇلغان.

مُتَوَّجٌ: تاج كىيدۈرۈلگەن، تاجدار.

مَتَى: قاچان؟

حَتَّى مَتَى: قاچانغىچە؟ قاچانغىچىلىك؟

مَتَى تَذْهَبْ أَذْهَبْ: سەن قاچان بارساڭ مەنمۇ شۇ چاغدا بارىمەن.

«مَتَى زَارَكَ الضَّيْفُ؟»: مېھمان ساڭا قاچان كەلدى.

مِتْيَاحٌ: بەلگىلەنگەن، مەھكۇم قىلىنغان.

مُتَيْحٌ: ئاقساقال، يېتىم ئاقساقال، ئۆزگىگە مۇناسىۋەتسىز ئىشلارغا ئارىلىشىۋالىدىغان ئادەم.

مُتَيَسِّرٌ: ئاسان، قولاي، ئاسان ئىرىشكىلى بولىدىغان.

مَتِينٌ ج مِتَانٌ: مۇستەھكەم، پۇختا، چىڭ، مەزمۇت، قەيسەر، كۈچلۈك، قاۋۇل.

«رَجُلٌ مَتِينُ الْعَضَلَاتِ»: مۇسكۇللىرى چىڭ ئادەم.

«حَبْلٌ مَتِينٌ»: پۇختا ئېشىلگەن ئارغامچا.

«عَلَاقَةٌ مَتِينَةٌ»: مۇستەھكەم ئالاقە.

هَذِهِ الْجَوَارِبُ مَتِينَةٌ قَوِيَّةٌ: بۇ پايپاقلار ناھايىتى پىششىق.

الْمَتِينُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ چەكسىز قۇدرەتلىك ئاللاھ دېگەن مەنىدە.

﴿إِنَّ اللَّهَ هُوَ الرَّزَّاقُ ذُو الْقُوَّةِ الْمَتِينُ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ ھەقىقەتەن ھەممىگە رىزىق بەرگۈچىدۇر، قۇدرەتلىكتۇر، قۇۋۋىتى ئارتۇقتۇر.

مَتِيهَةٌ: سىرلىق ئوردا، تىلسىمات، ئېزىتقۇلۇق جاي، ئادىشىپ قالىدىغان جاي.

مُتَهَيِّجٌ: ھاياجانلانغۇچى، تەسىرلەنگۈچى.

مُتَيَّمٌ: مۇھەببەتنىڭ قۇلى، ئاشىق، بىقارار.

«مَسْرَحِيَّةٌ مَجْنُون لَيْلَى مَبْنِيَّةٌ عَلَى قِصَّةِ شَاعِرٍ عَرَبِيٍّ مَاتَ مُتَيَّمًا»: لەيلى ـ مەجنۇن تىياتىرى بولسا

ئاشىق-بىقسارلار بولۇپ تۈلگەن ئەرەب شائىرنىڭ قىسسىسىنى ئاساس قىلغان.

مَثَابٌ ، مَثَابَةٌ: يىغىن مەيدانى ، يىغىلىدىغان جاي؛ دەرىجە؛ سەۋىيە.

الْعُلَمَاءُ مِنَ الْأُمَّةِ بِمَثَابَةِ الْقَلْبِ: بىر مىللەتنىڭ ئۆلىمالىرى بەدەندىكى يۈرەكنىڭ ئورنىدا.

«قَدْ اِتَّخَذْتُ هَذَا الْمَنْزِلَ مَثَابَةً لِي مُنْذُ أَعْوَامٍ»: بۇ خانىنى بىرقانچە يىلدىن بۇيان ئۆي قىلىۋالدىم.

﴿وَإِذْ جَعَلْنَا الْبَيْتَ مَثَابَةً لِلنَّاسِ وَأَمْناً﴾ «قرآن»: ئۆز ۋاقتىدا بىز كەئبىنى كىشىلەر ئۈچۈن جەم بولىدىغان جاي ۋە ئامان جاي قىلىپ بەردۇق.

بِمَثَابَةِ كَذَا: بىلەن تەڭ.

مُثَابِرٌ: سەۋرچان؛ چىداملىق، تىرىشچان، ئېگىلمەس-سۇنماس، ھارماس.

مُثَابَرَةٌ: سەۋرچانلىق؛ غەيرەتچانلىق؛ قەتئىيلىك؛ چىداملىق.

«يَجِبُ التَّحَلِّي بِرُوحِ الْمُثَابَرَةِ»: چىداملىق روھنى ئۆزلەشتۈرۈش كېرەك.

إِنَّ الْمُثَابَرَةَ عَلَى الْعَمَلِ سِرٌّ مِنْ أَسْرَارِ النَّجَاحِ فِي الْحَيَاةِ: خىزمەتنى ھارماي-تالماي ئىشلەش ئىنسان ھاياتىدىكى نەتىجە قازىنىشنىڭ سىرلىرىنىڭ بىرىدۇر.

مَثَاثٌ: چاچ مېيى ، گىرىم بۇيۇملىرى ، يۈز مېيى.

مَثَارٌ: ئىلھام بەرمەك ، رىغبەتلەندۈرمەك.

مَثَارُ الْبَحْثِ: بەس-مۇنازىرىنىڭ سەۋەبى.

مَثَارُ النِّزَاعِ: جېدەل-ماجىرانىڭ سەۋەبى.

«كَانَ الْأَمْرُ مَثَارَ جِدَالٍ وَنِزَاعٍ»: بۇ ئىش جېدەل-ماجىراغا سەۋەب بولدى.

مِثَالٌ ج أَمْثِلَةٌ وَمُثُلٌ: مىسال، تەمسىل.

«مِثَالٌ أَعْلَى»: يۈكسەك ئۆلگە.

«يَعْمَلُ عَلَى مِثَالِ فُلَانٍ»: ئۇ پالانىنى ئۆلگە قىلىپ ئىشلەيدۇ.

«هِيَ مِثَالُ النَّشَاطِ وَالدِّقَّةِ»: ئۇ پائالىيەتچانلىق ۋە ئىنچىكىلىكنىڭ ئۆلگىسىدۇر.

«سَاقَهُ عَلَى سَبِيلِ الْمِثَالِ»: ئۇنى مىسال تەرىقىسىدە كەلتۈردى.

مِثَالٌ بَيَانِيٌّ: مىسال، ئۆلگە، نەمۇنە، دەلىل-ئىسپات.

«عَلَى مِثَالِهِ»: ئۇنى دوراپ، ئۇنىڭغا تەقلىد قىلىپ.

مِثَالٌ لِلْعِبْرَةِ: ئىبرەتلىك، تەجرىبە-ساۋاقلىق.

«مُثُلٌ عُلْيَا»: يۈكسەك ئۆلگىلەر.

مَثَالَةٌ: ئارتۇقلۇق، ئارتۇقچىلىق، ئەۋزەللىك، ئېسىللىك، ئۈستۈنلۈك.

مَثَالَةٌ ج مَثَالَاتٌ وَمَثَائِلُ: تاپشۇرۇق، دەرس، ساۋاق.

مِثَالِيٌّ: نەمۇنىلىك، ئۆلگىلىك.

«الْمَذْهَبُ الْمِثَالِيّ»: ئىدىئالىزم.

مِثَالِيَّةٌ: ئىدىئالىستىك، ئىدىئالىزم.

«فَيْلَسُوفٌ مِنْ دُعَاةِ الْمِثَالِيَّةِ»: ئىدىئالىزم تەرەپدارلىرىدىن بولغان پەيلاسوپ.

مَثَانَةٌ ج مَثَانَاتٌ: دوۋساق.

الْمَثَانِيَ: قۇرئاننىڭ كەرىمنىڭ ئايەتلىرى، سۈرە فاتىھەنىڭ ئايەتلىرى.

﴿وَلَقَدْ آتَيْنَاكَ سَبْعاً مِنَ الْمَثَانِي وَالْقُرْآنَ الْعَظِيمَ﴾ «قرآن»: بىز ساڭا فاتىھەنىڭ يەتتە ئايىتىنى ۋە ئۇلۇغ قۇرئاننى بەردۇق.

مَثَانِيّ الشَّيْءِ: قابىلىيىتى، كۈچى، ئىقتىدارى.

مَثَانِيٌّ مِنَ الدَّابَّةِ: ھايۋاننىڭ تىزى.

مُثَوِّبٌ: ئەسنىگۈچى.

مُثَبَّتٌ: مۇقىم، تۇراقلاشقان.

مُثَبِّطٌ: توسقۇنلۇق قىلىدىغان.

مُثَبِّطُ الْعَزْمِ: ئىرادىنى بوشىتىۋەتكۈچى، روھنى

چۈشكۈنلەشتۈرىدىغان.

مُثَبِّطٌ (فِي الْكِيْمِيَاءِ): خىمىيىلىك ئۆزگىرىشكە توسقۇنلۇق قىلىدىغان ماددا.

مُثَبِّطٌ (فِي الطِّبِّ): كېسەلنىڭ پاتالىيەتچانلىقىنى سۇسلاشتۇرىدىغان دورا.

«الأَحْسَاسُ الْمُثَبِّطُ لِلْهِمَمِ هُوَ أَنْ يَرَى الشَّبَابُ أَمَلَهُمْ خَارِجَ بِلَادِهِمْ لَا دَاخِلِهَا»: ياشلارنىڭ ۋەتەنىنىڭ ئىچىگە ئەمەس، سىرتىغا ئىنتىلىشى ئۇلارنىڭ ئىرادىسىنى بوشاشتۇرۇۋېتىدىغان تۇيغۇدۇر.

مُثْبَتٌ: ئىنكار قىلىنمايدىغان.

كَلَامٌ مُثْبَتٌ: غەيرىي ئىنكارى سۆز.

مَثْبَنَةٌ ج مَثَابِنُ: قول سومكىسى.

مَثْبُوتٌ: ئىسپاتلانغان، ئىتىراپ قىلىنغان.

مَثَّالٌ: ھەيكەلتاراشلىق.

مَثَّلَ يُمَثِّلُ تَمْثِيلًا: ئوخشاتتى، مىسال قىلدى.

«مَثَّلَ بِهِ»: ئۆلگە قىلدى، تەقلىد قىلدى، ئۈرنەك قىلدى، نەمۇنە قىلدى.

مَثَّلَ بِهِ: زەخىملەندۈردى، ناكار قىلدى، چىرايىنى بۇزدى.

مَثَّلَ التِّمْثَالَ: ھەيكەل ياسىدى، ھەيكەل ئويدى، ھەيكەل ياراتتى، ھەيكەل ئىجاد قىلدى.

مَثَّلَ الشَّيْءَ لِفُلَانٍ: تەسۋىرلىدى، سۈرەتلىدى، سۈرەتلەپ بەردى، ئوخشاتتى.

مَثَّلَ فُلَانًا: پالانىنى ۋەكىل قىلدى، ۋاكالەتلىك قىلدى.

مَثَّلَ مَثَلًا: مىسال كەلتۈردى، مىسال قىلدى، مىسال بەردى، تەمسىل قىلدى.

مَثَّلَ رِوَايَةً: رول ئالدى، رولغا چىقتى.

«مَثَّلَ الزُّرْقَةَ بِالسَّمَاءِ»: كۆكلۈكنى ئاسمانغا ئوخشاتتى.

«مَثَّلَ الْمَسْرَحِيَّةَ»: تىياتىر قويدى.

«مَثَّلَ دَوْرَ السُّلْطَانِ»: سۇلتاننىڭ رولىنى ئالدى.

«مَثَّلَ قَوْمَهُ فِي دَوْلَةٍ أَوْ مُؤْتَمَرٍ»: دۆلەت ياكى يىغىندا ئۆز قوۋمىغا ۋەكىللىك قىلدى.

«مَثَّلَ السَّفِيرُ دَوْلَتَهُ فِي إِجْتِمَاعِ مُنَظَّمَةِ الْمُؤْتَمَرِ الإِسْلَامِيِّ»: ئىسلام كېڭەشى تەشكىلاتى يىغىنىدا كونسۇل دۆلىتىگە ۋەكىللىك قىلدى.

«مَثَّلَ الْمُحَامِيَ مَصَالِحَ الشَّرِكَةِ الْفُلَانِيَّةِ»: ئادۋوكات پالانى شىركەتنىڭ پايدىسىغا قانۇنىي ۋەكىل بولدى.

«مَثَّلَ بِهِ أَشْنَعَ تَمْثِيلٍ»: ئۇنى قاتتىق قىينىدى.

مُثْرٍ: باي، مالدار، زەردار، دۆلەتمەن.

مُثْعَلِبٌ: تۈلكىلىك.

أَرْضٌ مُثْعَلَبَةٌ: تۈلكىلىك جاي.

مِثْقَابٌ ج مَثَاقِيبُ: ئۆشكە، بۇرغا، ئىسكىنە.

مِثْقَالٌ ج مَثَاقِيلُ: مىسقال (ئېغىرلىق ئۆلچىمى، 4.68 گىرامغا تەڭ).

مِثْقَالُ ذَرَّةٍ: قىلچىلىك، ئازغىنە، زەررىچە، كىچىككىنە.

﴿إِنَّ اللَّهَ لَا يَظْلِمُ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ ھەقىقەتەن زەررىچە زۇلۇم قىلمايدۇ.

أَلْقَى عَلَيْهِ مَثَاقِيلَهُ: ئۇنىڭغا ئېغىرلىقىنى ئارتتى، ئېغىرلىقىنى سالدى.

مِثْقَبٌ ج مَثَاقِبُ: ئۆشكە، بۇرغا، ئىسكىنە.

مُثَقَّفٌ ج مُثَقَّفُونَ: زىيالىي، ئىلمىي ساھەدىكىلەر، ئەدەپلىك، مەدەنىيەتلىك، تەربىيىلەنگەن، تەربىيە كۆرگەن.

الطَّبَقَةُ الْمُثَقَّفَةُ: زىيالىيلار قاتلىمى.

مُثَقَّلٌ: ئېغىر يۈك؛ تولدۇرۇلغان، ئارتىلغان.

مَثْقُوبٌ: تېشىلگەن، تۆشۈك.

مُثْكَلَةٌ: ئايرىلىشقا سەۋەب بولىدىغان.

مَثَلَ يَمْثُلُ مُثُولًا فُلَانًا: پالانىغا ئوخشىدى، ئوخشاپ كەتتى، ناھايىتى ئوخشىدى.

مَثَلَ الْقَمَرُ: ئاي كۆرۈندى، زاھىر بولدى، نامايان

بولدى، ئايان بولدى.

«مَثَلَ التَّمَاثِيلَ»: ھەيكەل ياسىدى.

«مَثَلَ الشَّخصَ بَيْنَ يَدَي فُلَانٍ»: پالانىنىڭ ئالدىدا تىك توردى.

مَثَلَ يَمْثُلُ مُثُولًا الشَّخصُ بَيْنَ يَدَي فُلَانٍ: پالانىنىڭ ئالدىدا ئۆرە توردى، توختىدى.

مَثَلَ بِحَضْرَتِهِ: ئۇنىڭ قېشىغا باردى.

مِثْلٌ ج أَمْثَالٌ: ئوخشىشى، مىسلى، ئوخشاش.

بِالْمِثْلِ: شۇنداق، ئوخشاش، بىردەك، بىر خىل.

مِثْلَ مَا: شۇنىڭدەك، شۇنداقلا، خۇددى.

مِثْلُهُ: شۇنىڭغا ئوخشاشلار.

«فِي مِثْلِ هَذِهِ الْأَحْوَالِ»: بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا.

«مُقَابَلَةُ الْمِثْلِ بِالْمِثْلِ»: ئىنتىقام ئالماق، ئۆچ ئالماق، قىساس ئالماق، ئەنت ئالماق.

«مَبْدَأُ مُقَابَلَةِ الْمِثْلِ بِالْمِثْلِ»: ئۆزئارا مەنپەئەت يەتكۈزۈش پرىنسىپى، باراۋەرلىك پرىنسىپى.

مَثَلٌ ج أَمْثَالٌ: تەمسىل، ماقال، ئىبرەت، مىسال، مەشھۇر سۆز، ھېكمەتلىك سۆز، ئۈلگە.

عَلَى سَبِيلِ الْمَثَلِ: ماقالىدەك، تەمسىلدەك، ماقالىدىكىگە ئاساسەن، تەمسىلدە كۆرسىتىلگىنى بويىچە.

مَثَلٌ مَأْثُورٌ: ھېكمەتلىك سۆز، ئىبرەتلىك سۆز، ئاتىلار سۆزى.

مَثَلٌ تَشْبِيهٌ: مەسەل، كىنايە، ئىستىھزا.

مَثَلٌ أَعْلَى: تىپىك، غايە، غايىۋى.

«سِفْرُ الْأَمْثَالِ»: (تەۋراتتىكى) ھېكمەتلىك سۆز، ئىبرەتلىك سۆز.

مَثَلًا: مەسىلەن.

مَثْلَبَةٌ ج مَثَالِبُ: ئەيىب، نۇقسان.

مَثْلَجَةٌ ج مَثْلَجَاتٌ: توڭ ساقلاش ماشىنىسى.

مُثْلَةٌ: ساتما، ئالچوق.

مُثَلَّثٌ ج مُثَلَّثَاتٌ: ئۈچ بۇلۇڭ، ئۈچ چاسا، مۇسەللەس.

مُثَلَّثٌ مُتَسَاوِي السَّاقَيْنِ: تەڭ يانلىق ئۈچ بۇلۇڭ.

مُثَلَّثٌ مُخْتَلِفُ الْأَضْلَاعِ: تەڭسىز تەرەپلىك ئۈچ بولۇڭ.

مُثَلَّثٌ قَائِمُ الزَّاوِيَةِ: تىك بۇلۇڭلۇق ئۈچ بۇلۇڭ.

عَدُوٌّ مُثَلَّثٌ: ئۈچ تەرەپلىك دۈشمەن.

حِسَابُ الْمُثَلَّثَاتِ: ترىگونومېترىيە، ئۈچ بۇلۇڭ.

الْمُثَلَّثَاتُ الْمُسْتَوِيَةُ: تەكشىلىك ترىگونومېترىيىسى.

مُثَلَّثِيٌّ: ترىگونومېترىيە.

النِّسْبَةُ الْمُثَلَّثِيَّةُ: ترىگونومېترلىك فۇنكسىيە.

مُثَلَّجٌ: مۇزلىتىلغان، توڭلىتىلغان.

لُحُومٌ مُثَلَّجَةٌ: توڭ گۆش.

مُثَلَّجَاتٌ: سوغۇق ئىچىملىكلەر.

مُثَلَّغٌ: پىررلىغان، چىقىلغان.

مَثْلُوثٌ: ئۈچ قاتلاملىق.

حَبْلٌ مَثْلُوثٌ: ئۈچ قات ئارغامچا.

مَثْلُوجٌ: مۇزلىتىلغان، قارلىق.

حَلِيبٌ مَثْلُوجٌ: ماروژنى.

مَاءٌ مَثْلُوجٌ: مۇز سۈيى.

رَجُلٌ مَثْلُوجُ الْفُؤَادِ: سەۋدايى.

لُحُومٌ مَثْلُوجَةٌ: توڭ گۆش.

مَثْلُومٌ: نامى بۇلغانغان.

مَثْلُومُ الْعِرْضِ: ئابرۇيى تۆكۈلگەن.

مُثْلَى: ئەڭ ئالىي، ئەڭ ئەۋزەل، ئەڭ ئېسىل، ئەڭ ئىلغار.

الْغَايَةُ الْمُثْلَى: غايىۋى نەرسە.

الطَّرِيقُ الْمُثْلَى: غايىۋى ئۇسۇل.

مِثْلِيٌّ: تىپىك، ئۈلگىملىك، قائىدىلىك، قېلىپلاشقان.

مُثْمِرٌ: پايدىلىق، ھوسۇللۇق، نەتىجىلىك.

مَثْمَلَةٌ: چىلەك.

مُثْمِلَةٌ: سېۋەت؛ پادىچىلار خالتىسى.

مُثْمِنٌ: باھالىغۇچى، باھا بېكىتكۈچى.

مُثَمَّنٌ: باھا، بەلگىلەنگەن باھا؛ زەھەرلەنگەن.

مُثَمِّنُ الْجُمْرُكِ: چېگرا بېجى ئىمزالىغۇچى.

مُثَمَّنٌ: سەككىز بۇرجەكلىك نەرسە.

مُثَمَّنُ الْأَرْكَانِ: سەككىز بۇرجەكلىك.

مُثَمَّنُ الزَّوَايَا: سەككىز بۇلۇڭلۇق.

مُثَمَّنُ السُّطُوحِ: سەككىز ياقلىق.

مَثْمَنٌ: سەككىزدىن-سەككىزدىن.

مَثَنَ يَمْثُنُ مَثَانَةً الرَّجُلُ: دوۋساق ياللۇغى بولۇپ قالدى.

مُثَنًّى: قوش قاتلاملىق.

مُثَنَّى الْوَادِي: سايلىقتىكى ئەگرى جاي.

مَثْنَوِيٌّ: قوش مىسرالىق شېئىر، ھەر ئىككى مىسرانىڭ قاپىيىسى ئوخشايدىغان شېئىر.

مَثْنَى: ئىككىدىن-ئىككىدىن.

«صَلَاةُ اللَّيْلِ مَثْنَى وَمَثْنَى» ‹حديث›: « (تەھەججۇد نامىزى ئىككى رەكئەت، ئىككى رەكئەتتىن ئوقۇلىدۇ) ».

مَثْنِيٌّ: قاتلانغان، پۈكلەنگەن، قوش قاتلاملىق.

مَثْنِيَّةٌ: ئەگرى-بۈگرى، قاتلىنىدىغان.

مَثُوبَةٌ، مَثْوَبَةٌ: ساۋاب، مۇكاپات، ئىش ھەققى.

﴿لَمَثُوبَةٌ مِنْ عِنْدِ اللَّهِ خَيْرٌ﴾ ‹قرآن›: ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى ساۋاب ئەلۋەتتە ياخشى.

مَثْوَرَةٌ: كالا كۆپ جاي.

مَثْوًى ج مَثَاوٍ: تۇرالغۇ، تۇرىدىغان ئورۇن، جاي.

«إِنَّهُ رَبِّي أَحْسَنَ مَثْوَايَ»: ئۇ مېنىڭ خوجايىنىمدۇر، ئۇ مېنى ياخشى كۈتتى.

الْمَثْوَى الْأَخِيرُ: قەبرە.

«شُيِّعَ إِلَى مَثْوَاهُ الْأَخِيرِ»: قەبرىگىچە ئۇزىتىلدى.

أَكْرَمَ اللهُ مَثْوَاهُ: ئاللاھ ئۇنى خاتىرجەم ياتقۇزسۇن.

أَبُو الْمَثْوَى: مېھمان.

مُثِيرٌ: قوزغىغۇچى، رىغبەتلەندۈرگۈچى.

مُثِيرُ الْفِتَنِ السِّيَاسِيَّةِ: سىياسىي قالايمىقانچىلىق قوزغىغۇچى.

مُثِيرُ الْقَلَاقِلِ: ئىغۋا تارقاتقۇچى، ئىغۋاگەر، ئۇتقۇيرۇق، توپىلاڭچى.

«تُعْتَبَرُ الْقَهْوَةُ وَالْأَشْرِبَةُ الْكُهُولِيَّةُ مِنَ الْمُثِيرَاتِ»: قەھۋە ۋە ئىسپىرتلىق ئىچىملىكلەر روھىي جەھەتتىن جانلاندۇرغۇچى ھېسابلىنىدۇ.

مَثِيلٌ ج مُثُلٌ: ئوخشاش، ئوخشىشى.

«لَيْسَ لَهُ مَثِيلٌ» «لَا مَثِيلَ لَهُ»: تەڭدىشى يوق، مىسلىسىز.

«هِيَ تَخْتَلِفُ عَنْ مَثِيلَاتِهَا»: ئوخشاشلىرىدىن پەرقلىق.

مَثِيلٌ ج مُثَلَاءُ: پازىل، پەزىلەتلىك، ئارتۇق.

كُلُّنَا مَثِيلٌ: بىزنىڭ ھەممىمىز پەزىلەتلىكمىز.

مَثِيلَةٌ ج مَثِيلَاتٌ: ئاپشۇرۇق، دەرس.

مُجَاجٌ / مُجَاجَةٌ: شۆلگەي، تۈكۈرۈك، شال، سېرىق سۇ.

مُجَاجُ النَّحْلِ: ھەسەل، بال.

مُجَاجُ الْمُزْنِ: يامغۇر.

مُجَاجُ الْعِنَبِ: ئۈزۈم شىرنىسى.

مُجَارَاةٌ: بىرلىككە كەلمەك، مۇۋاپىقلاشماق.

«لَمْ يُحَاوِلْ أَنْ يَتَخَلَّى عَنْ قِيَمِهِ الْإِسْلَامِيَّةِ مُجَارَاةً لِلْبِيئَةِ الْغَرْبِيَّةِ»: غەرب مەدەنىيىتىنى دورايمەن دەپ قىممەتلىك ئىسلامىي نەرسىلەردىن ۋاز كېچىشكە ئۇرۇنغىنى يوق.

شَبَكَةُ مَجَارِيرَ: يەر ئاستى سۇ ئاققۇزۇش تورى.

مَجَازٌ: يول، كارىدور، دالان.

مَجَازٌ بَيَانِيٌّ: ئىستىئارە، مەجازى ۋاستە.

مُجَازَاةٌ: ھەق، مۇكاپات، جازا، قىساس.

مُجَازِفٌ: قارام، تەنتەك، ئۆپكىسىنى باسالمايدىغان.

«وُقِيتَ الرَّدَي لاَتُبْدِ قَوْلَ مُجَازِفٍ وَلاَتَطْوِ كَشْحًا عَنْ سَبِيلِ الْحَقِيقَةِ»: ئامان بسولغىنكى، قارىسىغا گەپ قىلما، ھەقىقەتنى ئېتىراپ قىلىشتىن باش تارتما!

مُجَازَفَةٌ: مۆلچەرلىمەك، تەخمىنلىمەك، قارامىلىق قىلماق.

«إِنَّ عَرْضَهُ لِلْمَوْضُوعِ بِهَذِهِ الصَّوْرَةِ الْمُبَسِّطَةِ يَقُودُهُ إِلَى الْمُجَازَفَةِ فِي إِسْتِنْتَاجِهِ»: ئۇنىڭ بۇ مەسىلىگە مۇشۇنداق ئاددىي شەكىلدە قاراپ چىقىشى ئۇنى مەسىلىلەرنى ھۆكۈم قىلىشتىكى تۇتامسىزلىققا ئېلىپ بارىدۇ.

مَجَازِيٌّ: مەجازلىق، ئىستىئارىلىك ئىپادىلەش ئۇسۇلى.

مَجَاعَةٌ ج مَجَاعَاتٌ وَمَجَائِعُ: ئاچارچىلىق، قەھەتچىلىك.

يَمُوتُ سَنَوِيًا آلاَفُ النَّاسِ فِي إِفْرِيقِيَا بِسَبَبِ الْمَجَاعَةِ: ئافرىقىدا ھەر يىلى مىڭلىغان كىشىلەر، ئاچارچىلىق سەۋەبىدىن ئۆلىدۇ.

إِدِّخَارُ الْحُبُوبِ الْغِذَائِيَّةِ لِمُوَاجِهَةِ الْمَجَاعَةِ: قەھەتچىلىككە تاقابىل تۇرۇش ئۈچۈن زاپاس ئاشلىق ساقلاش.

مَجَالٌ ج مَجَالاَتٌ: دائىرە، مەيدان، ساھە.

أَفْسَحَ الْمَجَالَ: پۇرسەت يارىتىپ بەردى.

وَاسِعُ الْمَجَالِ: كەڭ دائىرىلىك.

لَمْ يَبْقَ لَهُ مَجَالٌ فِي هَذَا الْأَمْرِ: بۇ ئىشتا ئۇنىڭغا ھېچ ئورۇن قالمىدى.

الْمَجَالُ الْإِقْتِصَادِيِّ: ئىقتىسادىي ساھە.

مُجَانِسٌ: ئوخشاش، ئوخشاپ كېتىدىغان.

مُجَانَسَةٌ: ئوخشاپ قالماق، ئوخشىماق، بىردەك بولماق.

مُجَاهِدٌ: جەڭچى، غازات قىلغۇچى.

مُجَاوِرٌ: تالىپ، يارەن، دىنىي ئۇنىۋېرسىتېت

ئوقۇغۇچىسى.

مَجْبَنَةٌ ج مَجَابِنُ: پىشلاق زاۋۇتى.

مَجْبُوبٌ: پىچىۋېتىلگەن ئادەم، ئاختا قىلىۋېتىلگەن ئادەم، ھەرەم خادىمى، ئاغۋات.

مُجْتَمَعٌ ج مُجْتَمَعَاتٌ: جەمئىيەت، يىغىن، كېڭەش.

الْمُجْتَمَعُ الْإِنْسَانِيِّ: ئىنسانلار جەمئىيىتى.

مُجْتَهِدٌ: تىرىشچان، مۇجتەھىد ئالىم، مۇئەييەن قائىدە پرىنسىپ بويىچە زور تىرىشچانلىق كۆرسىتىپ بىرەر شەرئىي ھۆكۈمنى چىقىرىدىغان فىقھشۇناس ئالىم.

مَجْثَمُ الطَّائِرِ ج مَجَاثِمُ: قونداق، قۇش ئۇۋىسى.

مَجَّ يَمُجُّ مَجًّا الشَّيْءَ وَبِالشَّيْءِ: تۈكۈردى.

كَلاَمٌ تَمُجُّهُ الْأَسْمَاعُ: قۇلاققا ياقمايدىغان سۆز.

مَجَّانٌ: ھەقسىز؛ يۈزى قېلىن؛ قىزىقچى، چاقچاقچى، بىكارچى؛ بەدەلسىز.

«مُرْشِدُ الطُّلاَّبِ بِالتَّعْلِيمِ مَجَّانًا وَلاَ يَرْتَجِي قَلاًّ وَلاَ كَثْرًا بِحَقِّ مِنْهُمْ»: ئۇ، ئوقۇغۇچىلارنى ھەقسىز تەربىيىلەيدۇ، ئۇلاردىن مەيلى ئاز، مەيلى كۆپ بولسۇن ھېچ ھەق تەلەپ قىلمايدۇ.

«طَعَامٌ مَجَّانٌ»: پۇلسىز تاماق، بىكارلىق تاماق.

«وُزِّعَتِ الْمَوَادُّ الْمَدْرَسِيَّةُ عَلَى التَّلاَمِيذِ مَجَّانًا»: ئوقۇش ماتېرىياللىرى ئوقۇغۇچىلارغا ھەقسىز تارقىتىپ بېرىلدى.

مَجَّانِيٌّ: ھەقسىز، پۇلسىز، ھەقسىزلىق، بەدەلسىزلىك، بەدەلسىز.

«تَعْلِيمٌ مَجَّانِيٌّ»: ھەقسىز ئوقۇتۇش.

مَجَّانِيَّةٌ: ھەقسىز، پۇلسىز.

مَجَّجَ يُمَجِّجُ تَمْجِيجًا الْعِنَبُ: ئۈزۈم پىشتى، يېتىلدى، تەييار بولدى.

مَجَّدَ يُمَجِّدُ تَمْجِيدًا: قەدىرلىدى، ئىززەتلىدى، ھۆرمەتلىدى، ماختىدى.

مَجَّدَ فُلَانًا: ماختىدى، ئالقىشلىدى، تەرىپلىدى.

مَجَّدَ أَعْمَالَ الزَّعِيمِ: داھىينىڭ ئىشلىرىنى كۈيلىدى.

مَجَّدَ الْعَطَاءَ: كۆپ سوۋغا بەردى.

مَجَّس يُمَجِّسُ تَمْجِيسًا: مەجۇسىي قىلىپ قويدى، مەجۇسىيغا ئايلاندۇردى.

مُجْحِفٌ: ئەزگۈچى، زۇلۇم سالغۇچى، زالىم.

مَجَدَ يَمْجُدُ مَجْدًا وَمَجَادَةً: شەرەپلىك بولدى، شانلىق بولدى، شان-شەرەپلىك بولدى، ئۇلۇغ بولدى، داغدۇغىلىق بولدى، شۆھرەت تاپتى، داڭ چىقاردى.

مَجُدَ يَمْجُدُ مَجَادَةً: ئۇلۇغ بولدى، شەرەپلىك بولدى.

مَجْدٌ ج أَمْجَادٌ: ئۇلۇغلۇق، شان-شەرەپ، ئىپسىللىق.

«لَهُ رُتْبَةٌ فِي كُلِّ فَنٍّ رَفِيعَةٌ وَمَنْقَبَةٌ عُلْيَا وَمَجْدٌ مُؤَثَّلُ»: ئۇ ھەرقايسى پەنلەردە ئالاھىدە يۇقىرى ئورۇندا تۇرىدۇ. ئۇ بۈيۈك خىسلەتكە ۋە شان-شەرەپكە ئىگە.

«اِمْتَطَى صَهْوَةَ الْمَجْدِ»: شان-شەرەپكە ئېرىشتى.

«هُوَ مِنْ ذَوِي الْمَجْدِ وَالْكَرَمِ»: ئۇ شان-شەرەپلىك مەرد ئادەم.

مِجْدَارٌ: قارانچۇق.

مِجْدَافٌ ج مَجَادِفُ: قېيىق ھەيدەيدىغان پالاق، قامچا.

مُجِدٌّ: تىرىشچان، ھارماس-تالماس.

لَنْ يَفْشَلَ الْمُجِدّ: تىرىشچان ئادەم مەغلۇپ بولمايدۇ.

مُجَدِّدٌ: يېڭىلىق تەرەپدارى، يېڭىلىق ياراتقۇچى، ئىسلاھاتچى.

مَجْدَرَةٌ: چېچەكلىك چاي.

مِجْدَلٌ ج مَجَادِلُ: ئېگىز ساراي.

مَجْدُودٌ: بەختلىك، بەختلىك قىلىنغان، تەلەيلىك.

مَجْدُورٌ: چېچەك چىققان ئادەم، چوقۇر ئادەم.

مَجْدُولٌ: ئېشىلگەن.

إِمْرَأَةٌ مَجْدُولَةُ الْخَدِّ: چىرايلىق ئايال.

مِجْذَافٌ ج مَجَاذِيفُ: پالاق.

مِجْذَامٌ. مِجْذَامَةٌ ج مَجَاذِيمُ: كەسكىن ئادەم.

مُجَذِّفٌ: پالاق ئۇرغۇچى.

مَجْذُوبٌ ج مَجَاذِيبُ: سەۋدايى، ساراڭ، ئازدۇرۇلغان، خۇدىنى يوقاتقان، مەجنۇن؛ مەپتۇن قىلىنغان.

مُسْتَشْفَى الْمَجَاذِيبِ: روھىي كېسەللىكلەر دوختۇرخانىسى، ساراڭلار دوختۇرخانىسى.

مَجْذُورٌ: كۋادرات، كۋادرات سان.

مَجْذُومٌ: ماخاۋ كېسىلىگە گىرىپتار بولغان ئادەم.

مَجَرَ يَمْجُرُ مَجْرًا: ئۇسسىدى، ئۇسساپ كەتتى، چاڭقىدى، چاڭقاپ كەتتى.

الْمَجَرُ: ۋېنگرىيە.

مُجَرْثَمٌ: كېسەل تارقاتقۇچى باكتېرىيە، ۋابا باكتېرىيىسى.

مِجْرَدُ الْأَسْنَانِ ج مَجَارِدُ: چىش چوتكىسى.

مِجَرٌّ: يەتكۈزۈش بەلۋېغى، توشۇش لىنىيىسى، چاق، بالون.

مُجَرِّبٌ فِي الْأُمُورِ: تەجرىبىلىك ئادەم، پىشقان ئادەم، ئىش كۆرگەن ئادەم.

مُجَرَّبٌ: تەجرىبە قىلىنغان، سىناقتىن ئۆتكەن، تەجرىبىلىك، پىشقان.

مُجَرَّدٌ ج مُجَرَّدَاتٌ: ئىخچام، قىسقىچە، ئاددىي؛ ئىشتىن چىقىرىلغان؛ يالىڭاچ، ئانىدىن تۇغما.

مُجَرَّدُ كَلَامٍ: نوقۇل سۆز.

بِصُورَةٍ مُجَرَّدَةٍ: ئابستراكت، مەۋھۇم، مەنىسىز.

بِالْعَيْنِ الْمُجَرَّدَةِ: ئاددىي كۆز بىلەن، كۆز بىلەنلا.

«هُنَاكَ آلَافٌ مِنَ الْكَوَاكِبِ الَّتِي لَا تُرَى بِالْعَيْنِ الْمُجَرَّدَةِ»: بۇ يەردە ئاددىي كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان مىڭلىغان سەييارىلەر بار.

الْمُجَرَّدَةُ: سامانيولى، (ئاسترونومىيە).

مِجْرَشَةٌ ج مَجَارِشُ: تالقانلىغۇچى ماشىنا، يانجىش ماشىنىسى.

مِجْرَفَةٌ ج مَجَارِفُ: چۆمۈچ، ساپلىق؛ قوشۇق؛ سۈپۈرگە.

تَنَاوَلَ مِجْرَفَةً وَشَرَعَ يَعْمَلُ: ئۇ گۈرجەكنى ئېلىپلا ئىشقا كىرىشىپ كەتتى.

مُجْرِمٌ ج مُجْرِمُونَ:گۇناھكار، جىنايەتكار.

مَجْرُوحٌ ج مَجَارِيحُ: يارىدار، مەجرۇھ.

أَرْضٌ مَجْرُودَةٌ: چېكەتكىلىك جاي، چېكەتكە كۆپ جاي.

الْمَجْرُورُ: سۆرەلگەن، ئەرەب تىلىدا ئالدى كېلىش ۋە ئىگىلىك كېلىشىنىڭ ئاتىلىشى.

مَجْرَى ج مَجَارٍ: مۇساپە، جەريان، يۆنىلىش.

الْمَجْرَى الْأَسْفَلُ: تۆۋەن ئېقىم.

الْمَجْرَى الْأَعْلَى: يۇقىرى ئېقىم.

مَجْرَى التَّنَفُّسِ: نەپەس يولى.

مَجْرَى الْبَوْلِ: سۈيدۈك يولى.

مَجْرَى الْهَوَاءِ: ھاۋا ئۆتۈشۈش يولى، ھاۋا ئېقىمى.

مَجْرَى الْحَيَاةِ: تۇرمۇش مۇساپىسى.

مَجْرَى الْأَحْوَالِ: ۋەقە تەرەققىياتىنىڭ يۈزلىنىشى.

مَجْرَى الْحَدِيثِ: سۆزنىڭ يۆنىلىشى.

غَيَّرَ الْجَالِسُونَ مَجْرَى حَدِيثِهِمْ: ئولتۇرغۇچىلار سۆز تېمىسىنى ئۆزگەرتتى.

مَجْرَى النَّهْرِ:سۇنىڭ ئېقىنى، دەريا ئېقىنى.

عَادَتِ الْمِيَاهُ إِلَى مَجَارِيهَا: ئىشلار ئۆز ئىزىغا چۈشتى، ئىشلار ئوڭشالدى.

«عَادَتِ الْعَلَاقَاتُ الْوُدِّيَّةُ بَيْنَهُمَا إِلَى مَجَارِيهَا»: ئىككىيلەن ئوتتۇرىسىدىكى دوستلۇق مۇناسىۋەت ئەسلىگە كەلدى.

أَخَذَ مَجْرَاهُ: تەبىئىي يۆنىلىشىدە ماڭدى.

مَجَرِيٌّ ج مَجَرٌ: ۋېنگىر، ۋېنگرىيىلىك، ۋېنگرىيىنىڭ.

مِجَزٌّ: يۇڭ قىرقىيدىغان قايچا، شوشاڭ.

مَجْزِرٌ ج مَجَازِرُ: قۇشخانا.

مَجْزَرَةٌ ج مَجَازِرُ وَمَجْزَرَاتٌ: قىرغىنچىلىق.

مِجْزَفَةٌ: بېلىق تۇتىدىغان تور.

مَجْزُوزٌ: قىرقىلغان.

مَجْزُوشٌ: سوقۇلغان، يانجىلغان، يۇمشىتىلغان.

مَجْزُومٌ فِيهِ: بېكىتىلگەن، قارار قىلىنغان.

مِجْسَدٌ ج مَجَاسِدُ: ئىچ كىيىم، كۆڭلەك.

مَجَسٌّ، مَجَسَّةٌ ج مَجَسَّاتٌ وَمَجَاسٌّ: تومۇر

مُجَسَّدٌ: گەۋدىلەنگەن.

مُجَسَّمٌ: گەۋدىلىك، جاسامەتلىك.

مِجْشَابٌ: قوپال بەدەن.

مِجْشَبٌ: ئۇستىخانلىق باتۇر، قامەتلىك باتۇر.

مَجْشَرٌ ج مَجَاشِرُ: پاسكىنا كۆل.

مِجَشٌّ ج مَجَاشٌّ: تۈگمەن، يارغۇنچاققا ئوخشاش يانجىش ئەسۋابى.

مُجَشَّبٌ: تۇرمۇشى ناچار.

مَجْشُوشٌ: سوقۇلغان، يانجىلغان.

مَجِعَ يَمْجَعُ وَمَجُعَ يَمْجُعُ مَجَاعَةً: ھاياسىز بولدى، نومۇسسىز بولدى.

مَجْعَرٌ: مەقئەت، قوڭ، ئارقا تەرەپ.

مُجَعَّدٌ: قورۇلغان.

جَبِينٌ مُجَعَّدٌ: قورۇق پېشانە.

الْمَجْعَمُ ج مَجَاعِمُ: پاناھگاھ، پاناھلىنىدىغان جاي.

مَجْعُولٌ: قىلىنغان، بەلگىلەنگەن.

مِجْفَالٌ، مِجْفَالَةٌ: بۇلۇتنى تارقىتىۋېتىدىغان تېز

شامال.

مُجَفَّفٌ: قۇرۇتۇلغان.

مُجَفَّفٌ ج مُجَفَّفَاتٌ: قاق، قۇرۇق مېۋە.

مُجْفِلٌ: بۇلۇتنى تارقىتىۋېتىدىغان تېز شامال.

مَجَلَ يَمْجُلُ مَجْلًا وَمُجُولًا / وَمَجِلَ يَمْجَلُ مَجَلًا يَدُهُ: قولى قاپاردى.

مِجْلَاحٌ: قىشتا سۈت بېرىدىغان تۆگە.

«اَلْخَمْرُ مَجْلَبَةٌ لِلشَّرِّ»: ھاراق ياخشىلىق كەلتۈرمەيدۇ. ھاراق يامان ئىشلارغا سەۋەب بولىدۇ.

مَجَلَةٌ وَمَجْلَةٌ ج مِجَالٌ وَمَجْلٌ: قاپارتما، سۇلۇق قاپارتما.

مُجَلْجَلٌ: جاراڭلىق، يۇقىرى ئاۋازلىق.

مَجْلَدَةٌ / مِجْلَدَةٌ ج مَجَالِدُ وَمَجَالِيدُ: قامچا.

مَجْلِسٌ: سوت، سوت مەھكىمىسى.

مَجْلِسٌ عَسْكَرِيٌّ: ھەربىي سوت، ھەربىي كېڭەش.

مَجْلِسُ الْإِدَارَةِ: باشقۇرۇش كومىتېتى، باشقۇرۇش ھەيئىتى.

مَجْلِسُ الْجَامِعَةِ: ئۇنىۋېرسىتېت ئىشلىرى كومىتېتى.

مَجْلِسُ الْوُزَرَاءِ: مىنىستىرلار كېڭىشى.

مَجْلِسُ الْأَعْيَانِ: (ئەنگىلىيەدە) يۇقىرى پالاتا.

مَجْلِسُ الْعُمُومِ: (ئەنگىلىيەدە) ئاۋام پالاتاسى، تۆۋەن پالاتا.

مَجْلِسُ قِيَادَةِ الثَّوْرَةِ: ئىنقىلابىي قوماندانلىق كومىتېتى.

مَجْلِسُ السِّلْمِ الْعَالَمِيِّ: دۇنيا تىنچلىق كېڭىشى.

مَجْلِسُ الدِّفَاعِ: دۆلەت مۇداپىئە كومىتېتى.

مَجْلِسُ الشُّيُوخِ: (ئامېرىكا، فرانسىيەلەردە) يۇقىرى پالاتا، كېڭەش پالاتاسى.

مَجْلِسُ الشُّورَى: كېڭەش پالاتاسى، پارلامېنت، مىللىي كېڭەش، مىللىي مەجلىس.

مَجْلِسُ عُصْبَةِ الْأُمَمِ: خەلقئارا ئىتتىپاق بىرلەشمىسى.

مَجْلِسُ النُّوَّابِ: (فرانسىيەدە) پارلامېنت، مىللىي مەجلىس، مىللىي كېڭەش.

مَجْلِسٌ بَلَدِيٌّ: شەھەرلىك مىللىي كېڭەش.

مَجْلِسٌ إِقْلِيمِيٌّ: يەرلىك كېڭەش.

اَلْمَجْلِسُ التَّأْسِيسِيُّ: قانۇن تۈزۈش كومىتېتى.

اَلْمَجْلِسُ التَّشْرِيعِيُّ: قانۇن تۇرغۇزۇش كومىتېتى.

اَلْمَجْلِسُ النِّيَابِيُّ: پارلامېنت، مىللىي كېڭەش، مىللىي مەجلىس.

مَجْلِسُ الْأُمَّةِ: مىللىي مەجلىس.

مَجْلِسُ الْأَمْنِ: خەۋپسىزلىك كېڭىشى (ب د ت نىلك).

مَجْلِسُ الْأَمْنِ التَّابِعِ لِهَيْئَةِ الْأُمَمِ الْمُتَّحِدَةِ: بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى خەۋپسىزلىك كېڭىشى.

مَجْلِسُ الرِّقَابَةِ: نازارەت ھەيئىتى، تەكشۈرۈش كومىتېتى.

مَجْلِسٌ ج مَجَالِسُ: ئولتۇرۇش؛ مەجلىس؛ ئولتۇرغان ئورۇن، ئورۇندۇق.

مَجَلَّةٌ ج مَجَلَّاتٌ: ژۇرنال.

لَقَدْ بِيعَتْ هَذِهِ الْمَجَلَّاتُ بِسُرْعَةٍ: بۇ ژۇرناللار تېز سېتىلىپ كەتتى.

مُجَلِّحٌ: قارىنى يامان.

مُجَلِّحَةٌ: قىشتا سۈت بېرىدىغان تۆگە.

مُجَلَّخٌ: بىلەپ پارقىرىتىلغان، بىسلەپ ئىتتىكلىتىلگەن.

مُجَلِّدُ الْكُتُبِ: كىتاب تۈپلىگۈچى، كىتاب مۇقاۋىلىغۇچى.

مُجَلَّدٌ: مۇزلىغان، توڭلىتىلغان؛ مۇقاۋىلانغان كىتاب.

مُجَلَّدٌ ج مُجَلَّدَاتٌ: (كىتاب) جىلد، توم، قىسىم، تويلام.

يَقَعُ هَذَا الْمُعْجَمُ فِي مُجَلَّدَيْنِ: بۇ لۇغەت ئىككى توملۇق.

«صُدِرَ الْكِتَابُ فِي ثَلَاثَةِ مُجَلَّدَاتٍ»: كىتاب ئۈچ قىسىم بولۇپ نەشر قىلىندى.

مُجَلِّي: بەيگىدە ھەممىدىن ئالدىدا ئۈزۈپ چىققۇچى.

مَجْلُوبٌ: جەلپ قىلىنغان، كىرگۈزۈلگەن، ئىمپورت قىلىنغان.

مَجْلُوْنِيَا: ماگنولىيە، ماگنولىيە گۈلى (چوڭ ۋە خۇشبۇي گۈللۈك دائىم يېشىل تۇرىدىغان زىننەت ئۈچۈن ئۆستۈرۈلىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك).

مَجْلًى ج مَجَالٍ: پېشانە.

مِجْمَرَةٌ ج مَجَامِرُ: ئىسرىقدان، چوغدان.

مِجْمَرَةُ الْبُخُوْرِ: ئىسرىقدان، چوغدان.

مَجْمَعٌ ج مَجَامِعُ: يىغىلىدىغان جاي، ئۇچرىشىدىغان جاي.

مَجْمَعٌ عِلْمِيٌّ: پەنلەر ئاكادېمىيىسى.

أَخَذَ بِمَجَامِعِ الْقُلُوبِ: دىللارنى ھەيرانۇھەس قىلدى.

مُجَمِّعٌ: يىغقۇچى، توپلىغۇچى.

مُجَمَّعٌ: بىرقانچە ئورگانلارنىڭ ئورتاق خىزمەت بىناسى.

مُجَمَّعُ الْوَزَارَاتِ: مىنىستىرلار بىناسى (كوۋەيتتە).

مُجْمَلٌ: يەكۈن، خۇلاسە.

مُجَمِّلٌ ج مُجَمِّلَاتٌ: بېزەك، زىننەت بۇيۇملىرى.

مُجْمَهَرٌ: قۇۋۋەتلىك يارىتىلىش، مۇستەھكەم يارىتىلىش، پۇختا يارىتىلىش.

مَجْمُوعٌ: جەمئىي، ئومۇمىي سان، يىغىندىسى.

﴿يَوْمٌ مَجْمُوعٌ لَهُ النَّاسُ﴾ «قرآن»: ئەنە شۇ كۈن پۈتۈن خالايىق يىغىلىدىغان كۈندۇر.

مَجْمُوعَةٌ ج مَجْمُوعَاتٌ: توپلام، مەجمۇئە، گەۋدە.

الْمَجْمُوعَةُ الشِّعْرِيَّةُ: شېئىرلار توپلىمى.

الْمَجْمُوعَةُ الْقِصَصِيَّةُ: ھېكايىلەر توپلىمى.

الْمَجْمُوعَةُ الشَّمْسِيَّةُ: قۇياش سىستېمىسىدىكى يۇلتۇزلار تۈركۈمى.

مَجْمُوعَةُ الدُّوَلِ الْأُوْرُوْبِيَّةِ: ياۋروپا دۆلەتلىرى ئورتاق گەۋدىسى.

الْمَجْمُوعَةُ الْأُوْرُوْبِيَّةُ: ياۋروپا ئورتاق گەۋدىسى.

لَيْسَ الْكُرَةُ الْأَرْضِيَّةُ بِالْمُقَارَنَةِ مَعَ الْمَجْمُوعَةِ الشَّمْسِيَّةِ سِوَى ذَرَّةِ غُبَارٍ: يەر شارى قۇياش سىستېمىسىغا سېلىشتۇرغاندا توزان زەررىچىلىك كېلىدۇ.

سَيُسَافِرُ الطُّلَّابُ الَّذِيْنَ سَيَدْرُسُوْنَ فِي الْخَارِجِ فِي ثَلَاثِ مَجْمُوعَاتٍ: چەتتە ئوقۇيدىغان ئوقۇغۇچىلار ئۈچ تۈركۈمگە بۆلۈنۈپ ماڭىدۇ.

تَصْدِيْرُ مَجْمُوعَاتٍ كَامِلَةٍ مِنَ الْأَجْهِزَةِ: بىر يۈرۈش ئۈسكۈنىلەرنى ئېكسپورت قىلىش.

مَجَنَ يَمْجُنُ مُجُوْنًا وَمُجْنًا وَمَجَانَةً الشَّخْصُ: ئەدەپسىزلىك قىلدى، يۈزسىزلىك قىلدى، يۈزى قېلىنلىق قىلدى، ئۇياتسىزلىق قىلدى، نومۇسسىزلىق قىلدى.

مَجَنَ الشَّخْصُ: قىزىقچىلىق قىلدى، ھەزىل قىلدى، چاقچاق قىلدى، ئويناشتى.

مَجَنَ يَمْجُنُ مُجُوْنًا الشَّيْءُ: قويۇق بولدى، قېلىن بولدى، قوپال بولدى، يوغان بولدى، چوڭ بولدى، توم بولدى، قاتتىق بولدى.

مِجَنٌّ ج مَجَانٌّ، مِجَنَّةٌ: قالقان، دۇبۇلغا.

قَلَّبَ لَهُ ظَهْرَ الْمِجَنِّ: دۈشمەن كۆردى.

مُجَنِّبَتَا الْجَيْشِ: قوشۇننىڭ ئىككى قانىتى.

مَجَنَّةٌ: جىنلىق، سارالىق، يوشۇرۇنىدىغان جاي.

مُجَنَّحٌ: قاناتلىق.

مُجَنَّدٌ ج مُجَنَّدُوْنَ: ھەربىي خىزمەت ئۆتەۋاتقان.

الْجُنُوْدُ الْمُجَنَّدَةُ: چاقىرىلغان قوشۇن.

مُجَنَّسٌ: ئەرجەنزە، شالغۇت، (چاتلاشتۇرۇلغان).

مَجْنُوبٌ: ئىتائەتچان، كۆنۈك.

مَجْنُونٌ م مَجْنُونَةٌ ج مَجَانِيْنُ: ساراڭ، مەجنۇن.

مَجْنًى ج مَجَانٍ: بايلىق مەنبەسى، مالىيە مەنبەسى، مېۋىلىك باغ.

مَجْنًى عَلَيْهِ: ئاپەتكە ئۇچرىغۇچى، قۇربان بولغۇچى.

مَجْنِيٌّ: يىغىۋېلىنغان، تېرىۋېلىنغان.

مِجْهَارٌ ج مَجَاهِيْرُ: ۋارقىراپ سۆزلەيدىغان، مىكرافون.

مِجْهَاضٌ ج مَجَاهِيْضُ: بويىدىن تولا ئاجراپ كېتىدىغان ئايال.

مُجَهْجَهَةٌ: يولۋاس.

مُجْهَدٌ: هارغان، چارچىغان، هالسىرىغان.

مِجْهَرٌ: يوقىرى ئاۋازدا سۆزلەيدىغان ئادەم، مىكروسكوپ.

مُجْهِرٌ: مىكروسكوپ.

مَوْتٌ مُجْهِزٌ: تېز ئۆلۈم، تاسادىپىي ئۆلۈم.

مُجْهِضٌ: بالا چۈشۈرىدىغان دورا، بويىدىن ئاجراپ كەتكەن ئايال.

مُجْهَضٌ: چۈشۈك، چالا تۇغۇلغان بالا، نامەلۇم جاي، ھېچقانداق بەلگە يوق باياۋان.

مَجْهَلٌ ج مَجَاهِلُ: نامەلۇم جاي، ھېچقانداق بەلگە يوق باياۋان.

مَجَاهِلُ الصَّحْرَاءِ: تەكشۈرۈش ئېلىپ بېرىلمىغان يەر.

مَجَاهِلُ أَفْرِيْقِيَا: ئافرىقىنىڭ تېخى ئېچىلمىغان رايونلىرى.

مُجَهَّزٌ: تەييارلانغان.

مُجَهَّزَةٌ: تەييارلانغان، تەييار.

مَلَابِسُ مُجَهَّزَةٌ: تەييار كىيىملەر.

مَجْهُوْدٌ ج مَجْهُوْدَاتٌ: ئەمگەك، تىرىشچانلىق.

مَجْهُوْدٌ جَبَّارٌ: زور تىرىشچانلىق.

بَذَلْنَا الْمَجْهُوْدَ فِي إِعَانَةِ جَرْحَى الْحَرْبِ: يارىدارلارغا قولىمىزدىن كېلىشىچە ياردەم بەردۇق.

مَجْهُوْلٌ: نامسىز، نامەلۇم، مەجھۇل.

صِيْغَةُ الْمَجْهُوْلِ (فِي النَّحْوِ): مەجھۇل پېئىل.

مُجَهْوَرَاتٌ: ئۈنچە ـ مەرۋايىت.

مِجْوَابٌ: ئۆشكە، تېشىش ماشىنىسى.

مِجْوَبٌ: ئىسكىنە، ئۆشكە.

مَجْوَبَةٌ: جاۋاب.

مَجُوْرٌ: ساپال قاچا، ساپال بۇيۇم.

مَجُوْسٌ: ئاتەشپەرەس، ئوتپەرەس، ئوتقا چوقۇنغۇچى.

مَجُوْسِيٌّ: مەجۇسىي، ئاتەشپەرەس، ئوتقا چوقۇنغۇچى، سېھىرگەر، جادۇگەر.

مَجُوْسِيَّةٌ: ئاتەش دىنى، ئاتەشپەرەسلىك، مەجۇسىي دىنى.

الْمَجُوْسِيَّةُ: مەجۇسىيلارنىڭ ئوت ۋە يۇلتۇزلارغا چوقۇنۇش ئەقىدىسى.

مَجُوْفٌ: يوغان قورساق.

مِجْوَلٌ: تۇمار، قالقان، پۈت بىلەزۈكى.

مُجُوْنٌ: يۈزى قېلىنلىق، داپ يۈزلۈك، هاياسىزلىق، شەرمەندىچىلىك، ئۇياتسىزلىق، چاقچاق، قىزىقارلىق، قىزىقچىلىق.

مُجَوِّدٌ: ياخشىلىغۇچى، ھەرپلەرنى توغرا تەلەپپۇز قىلغۇچى، قۇرئاننى تەجۋىد قائىدىسى بويىچە ئوقۇغۇچى.

رَجُلٌ مُجَوَّفٌ: قورقۇنچاق ئادەم، يۈرەكسىز ئادەم.

مُجَوِّلٌ: ئايلىنىپ يۈرگۈچى، لاغايلاپ يۈرگۈچى، سەرگەردان.

مَجِيْءٌ: يەتمەك، يېتىپ كەلمەك.

لَمْ يُعْلِنْ عَنْ مَوْعِدِ مَجِيْءِ الْوَفْدِ: ئۆمەكنىڭ كېلىدىغان ۋاقتىنى ئېلان قىلمىدى.

مُجِيْبٌ: ئاۋاز قوشقۇچى، جاۋاب بەرگۈچى،

ئىجابەت قىلغۇچى.

مَجِيدٌ ج أَمْجَادٌ: مۇنەۋۋەر، ئېسىل، نادىر.

عَمَلٌ مَجِيدٌ: شەرەپلىك خىزمەت.

الْمَجِيدُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل سۈپەتلىرىدىن بولۇپ ئۇلۇغ ئاللاھ دېگەن مەنىدە.

«الْكِتَابُ الْمَجِيدُ»: قۇرئان كەرىم.

مُجِيرٌ: قوغدىغۇچى، قۇتقۇزغۇچى، باشپاناھ بولغۇچى.

مَحَا يَمْحُو وَيَمْحِي مَحْوًا الشَّيْءَ: ئۆچۈرۈۋەتتى، ئىزىنى يوقاتتى.

لَا تَمْحِ مَا سَجَّلْنَاهُ قَبْلَ لَحْظَةٍ: بايىلا ئۈنئالغۇغا ئالغان نەرسىنى ئۆچۈرۈۋەتمە.

مُحَابَاةٌ: يان باسماق، تەرىپىنى ئالماق.

عَدَمُ مُحَابَاةٍ: يان باسماستىن، ئادىل.

بِلَا مُحَابَاةٍ: يان باسماستىن، ئادىل.

«قَامَ بِوَاجِبِهِ دُوْنَ مُحَابَاةٍ وَلَا تَحَيُّزٍ»: ھېچقانداق يان باسماي مەسئۇلىيەتنى ئادا قىلدى.

مُحَابَّةٌ: دوستلاشماق.

مُحَابٍ: ياردەم بەرگۈچى، يان باسقۇچى.

مُحَاجَّةٌ: بەس-مۇنازىرە، دەتالاش، جېدەل-ماجىرا، تالاش-تارتىش.

مُحَادَثَةٌ ج مُحَادَثَاتٌ: سۆزلىشىش، دىئالوگ.

الْمُحَادَثَةُ الْعَرَبِيَّةُ: ئەرەبچە سۆزلىشىش، ئەرەبچە دىئالوگ.

مُحَاذٍ لَهُ: ئالدىدا، ئۇدۇلىدا.

مَحَارٌ: قۇلۇلە.

مُحَارِبٌ ج مُحَارِبُوْنَ: جەڭچى.

مُحَارَبَةٌ: ئۇرۇش قىلماق، سوقۇش قىلماق، جەڭ قىلماق.

«هَدَفُنَا هُوَ مُحَارَبَةُ الْفَسَادِ الْإِقْتِصَادِيِّ»: بىزنىڭ مەقسىتىمىز ئىقتىسادىي چىرىكلىككە قارشى ئۇرۇش.

مَحَارَةٌ ج مَحَارَاتٌ: قۇلۇلە.

مُحَاسِبٌ: تالون كەسكۈچى، بوغالتىر.

مُحَاسِبٌ قَانُوْنِيٌّ: ھېسابات تەكشۈرگۈچى.

مُحَاسَبَةٌ: ھېسابلىشىش، ھېساب ئىشلىرى.

مَحَاسِنُ: گۈزەللىك، ھۆسن-جامال، چىراي، چېھرە.

مَحَاشِمُ: ئەۋرەت، جىنسىي ئەزا.

مُحَاصَرٌ: قامال قىلىنغان، قورشالغان، مۇھاسىرە قىلىنغان، چەكلەنگەن.

مُحَاصَرَةٌ: قامال قىلماق، مۇھاسىرە قىلماق.

مُحَاصَّةٌ: بۆلۈۋالماق، تەقسىم قىلىۋالماق.

شِرْكَةُ مُحَاصَّةٍ: ھەسسىدارلىق شىركىتى.

مُحَاضِرٌ: لېكسىيە سۆزلىگۈچى، دوكلاتچى.

سَيَتَحَدَّثُ الْمُحَاضِرُ عَمَّا يَتَعَلَّقُ بِالْوَضْعِ الدَّوْلِيِّ: لېكسىيە سۆزلىگۈچى خەلقئارا ۋەزىيەتكە مۇناسىۋەتلىك لېكسىيە سۆزلەيدۇ.

مُحَاضَرَةٌ ج مُحَاضَرَاتٌ: لېكسىيە، دوكلات، نۇتۇق.

أَلْقَى الْمُحَاضَرَةَ: نۇتۇق سۆزلىدى، لېكسىيە سۆزلىدى.

مَحَاطٌ بِالْغُمُوْضِ: ئېنىق ئەمەس، سىرلىق.

مُحَافِظٌ: ساقلىغۇچى، رىئايە قىلغۇچى.

مُحَافِظٌ عَلَى الْمَوَاعِيْدِ: ۋەدىسىگە ۋاپا قىلغۇچى.

مُحَافِظٌ عَلَى التَّقَالِيْدِ: ئەنئەنىنى ساقلىغۇچى، ئەنئەنىچى، ئەنئەنىگە رىئايە قىلغۇچى.

مُحَافِظُ الْمَدِيْنَةِ: شەھەر باشلىقى.

مُحَافِظُ الْعَاصِمَةِ: پايتەخت باشلىقى.

مُحَافِظُ الْمَصْرَفِ أَوِ الْبَنْكِ: بانكا باشلىقى.

حِزْبُ الْمُحَافِظِيْنَ: كونسېرۋاتىپلار پارتىيىسى.

مُحَافَظَةٌ: ساقلىماق، قوغدىماق، مۇھاپىزەت قىلماق.

مُحَافَظَةٌ بِالْقَوْلِ: جىمغۇر، كەم سۆز.

مُحَافَظَةٌ ج مُحَافِظَاتٌ: (مىسىرنىڭ) ئۆلكە، ناھىيە،

تۆلكە ئورگىنى، ۋىلايەت ئورگىنى.

سَيَمْكُثُ فِي مَرَاكِزِ الْمُحَافَظَةِ عِدَّةَ أَيَّامٍ أُخْرَى: ئۇ ناھىيە مەركىزىدە يەنە بىرقانچە كۈن تۇرىدۇ.

مَحَاقٌ وَمُحَاقٌ وَمِحَاقُ الْقَمَرِ: ئاي تۇتۇلماق.

لَيَالِي الْمُحَاقِ: ئاي تۇتۇلغان كېچىلەر.

مُحَاكٍ: دورامچى، دورامچۇق.

مُحَالٌ: مۇمكىن بولمايدىغان.

طَلَبُ الْمُحَالِ: مۇمكىن بولمايدىغان ئىشنى تەلەپ قىلىش.

مَحَالَةٌ: قابىلىيەت، ئىقتىدار.

لَا مَحَالَةَ ذَلِكَ: چوقۇم ساقلانغىلى بولمايدىغان.

لَا مَحَالَةَ مِنْهُ: چارىسىز، چوقۇم، زۆرۈر، قىلماسا بولمايدىغان.

مَحَالَةٌ ج مَحَالٌ: چىغىرىق غالتەك؛ تاختىپەز، تامچى جازىسى.

مَحَالَةٌ ج مَحَالٌ وَمَحَاوِلُ: ھىيلە، چارە، تەدبىر.

مُحَالِفٌ: ئىتتىپاقداش، ئىتتىپاقچى، دوست.

مُحَالَفَةٌ: ئىتتىپاقداشلىق، ئىتتىپاقلىق.

مُحَامَاةٌ: قوغدىماق، مۇداپىئە قىلماق؛ قانۇن-ئادۇوكاتلىق كەسپى.

مُحَامٍ: قوغدىغۇچى، ساقلىغۇچى، مۇداپىئە قىلغۇچى.

مُحَامٍ شَرْعِيٌّ: ئادۇوكات، ئاقلىغۇچى، قانۇن مەسلىھەتچىسى.

نِقَابَةُ الْمُحَامِينَ: ئادۇوكاتلار جەمئىيىتى.

مُحَامِي الدِّفَاعِ: ئاقلىغۇچى.

مُحَاوَرَةٌ: سۆزلىشىش، دىئالوگ.

مُحَاوَلَةٌ ج مُحَاوَلَاتٌ: ئۇرۇنۇش، غەيرىتىدە بولۇش، (بىرەر ھەرىكەت ئۈچۈن) ھەرىكەت قىلىش.

مُحَايَدَةٌ: بىتەرەپلىك.

مُحِبٌّ: ئاشىق، سۆيگۈچى، ياخشى كۆرگۈچى.

مُحِبٌّ لِكَذَا: ھەۋەسكار، قىزغىن سۆيگۈچى.

مُحِبٌّ لِذَاتِهِ: نەپسانىيەتچى، شەخسىيەتچى، مەنپەئەتپەرەس.

مُحِبٌّ لِلسِّلْمِ: تىنچلىقپەرۋەر.

مُحِبٌّ لِوَطَنِهِ: ۋەتەنپەرۋەر.

مُحِبٌّ لِلْحُرِّيَّةِ: ھۆررىيەتپەرۋەر.

مَتَى تَحْسُنْ أَخْلَاقُكَ يَكْثُرْ مُحِبُّوكَ: ئەخلاقىڭ قاچان ياخشىلانسا سېنى ياخشى كۆرىدىغانلار كۆپىيىدۇ.

مَحَبَّةٌ: مۇھەببەت، ئىشق، سۆيگۈ.

مَحَبَّلٌ:چۇلۇۋۇر.

شَعْرٌ مَحَبَّلٌ: ئۆرۈلگەن چاچ.

مِحْبَرَةٌ ج مَحَابِرُ: دۇۋەت، سىياھ قۇتىسى.

مِحْبَسٌ ج مَحَابِسُ: گاز ياكى سۇيۇقلۇق يېتىپ كېلىدىغان تۇرۇبىنىڭ جومىكى.

مُحْبَسٌ: مەھبۇس، سولانغۇچى، جىنايەتچى.

مَحْبَسٌ ج مَحَابِسُ: گۇندىخانا، تۈرمە، سولاقخانا؛ ساقلاش ئورنى.

مَحْبَلَةٌ: ھامىلدارلىق مۇددىتى.

مَحْبُوبٌ، مَحْبُوبَةٌ: مەشۇق، سۆيۈملۈك، قەدىردان.

مَحْبُوسٌ: مەھبۇس، سولانغۇچى، جىنايەتچى.

مَحْبُوكٌ: چىڭ توقۇلما.

فَرَسٌ مَحْبُوكٌ: كۈچلۈك ئات.

عَمَلٌ مَحْبُوكٌ: پۇختا ئىش.

مُحْتَاجٌ: ھاجەتمەن، موھتاج؛ نامرات، كەمبەغەل.

مُحْتَالٌ: ھىيلىگەر، مەككار، ئالدامچى، ساختىپەز، قويمىچى.

مُحَتَّمٌ: چوقۇم، مۇقەررەر.

مُحْتَجٌّ: قارشى تۇرغۇچى، رەددىيە بەرگۈچى، ئېتىراز بىلدۈرگۈچى؛ پاكىت كۆرسەتكۈچى.

مُحْتَجِزٌ: باش تارتقۇچى؛ چەكلىگۈچى.

كَانَ مُحْتَجِزًا فِي بَيْتِهِ: ئۇ ئۆيىگە بېكىنىۋالدى.

مَحْتِدٌ ج مَحَاتِدُ: تېگى-تەكتى، ئەسلى، كېلىپ

چىقىشى، قانداشلىق مۇناسىۋىتى.

«إِنَّهُ كَرِيْمُ الْمَحْتِدِ»: ئۇ ئېسىل ئائىلىدىن كېلىپ چىققان.

رَجَعَ إِلَى مَحْتِدِهِ: ئەسلىگە قايتتى.

مُحْتَدٌّ: غەزەپلىك، غەزەپناك.

مُحْتَدِمٌ: يانغۇچى، كۆيگۈچى، يېقىلغۇ.

مُحْتَرِسٌ: ساقلىغۇچى، قوغدىغۇچى.

مُحْتَرِفٌ: ھۈنەرۋەن، كاسىپ.

سِيَاسِيٌّ مُحْتَرِفٌ: كەسپىي سىياسىئون.

صَحَافِيٌّ مُحْتَرِفٌ: كەسپىي ژۇرنالىست.

مُمَثِّلٌ مُحْتَرِفٌ: كەسپىي ئارتىست.

رِيَاضِيٌّ مُحْتَرِفٌ: كەسپىي تەنھەرىكەتچى.

مُحْتَرِقٌ: كۆيگۈچى، يانغۇچى.

سَرِيْعُ الْمُحْتَرِقِ: تېز يانىدىغان، تېز كۆيىدىغان.

مُحْتَرَمٌ: ھۆرمەتلىك، مۆھتەرەم، ھۆرمەتكە لايىق.

مُحْتَسِبٌ: سانىغۇچى، تەكشۈرگۈچى، ئويلىغۇچى.

مُحْتَشِمٌ: ھايالىق، تارتىنچاق، نومۇسچان؛ سالاپەتلىك؛ قوشنا؛ مېھمان.

مُحْتَضَرٌ: سەكراتقا چۈشۈپ قالغۇچى.

ذَاكِرَةٌ مُحْتَضَرَةٌ: ئۇتتۇۋېلىش قابىلىيىتى ئاجىزلىشىپ كەتكەن، خاتىرىسى ئاجىزلاشقان.

مُحْتَفِدٌ مِنَ السُّيُوْفِ: ئۆتكۈر قىلىچ.

مُحْتَفَلٌ: يىغىن، يىغىلىش.

مُحْتَفَلٌ بِهِ: تەنتەنە قىلىنغان.

مُحْتَفًى: قارشى ئېلىنغان، كۈتۈۋېلىنغان.

مُحْتَقَرٌ: كەمسىتىلگەن، كىچىك سانالغان.

مُحْتَقِنٌ: قان قۇيۇلغان.

مُحْتَقِنُ الْوَجْهِ: يۈزىگە قان تولۇش، قىزىرىپ كەتكەن يۈز.

مُحْتَكِرٌ: مونوپول قىلغۇچى، ئىگەللىۋالغۇچى، بېسىمدارلىق قىلغۇچى.

«الْجَالِبُ إِلَى سُوْقِنَا كَالْمُجَاهِدِ فِي سَبِيْلِ اللهِ وَالْمُحْتَكِرُ فِي سُوْقِنَا كَالْمُلْحِدِ فِي كِتَابِ اللهِ» ‹حديث›: بازىرىمىزغا (خەلققە ئېھتىياجلىق نەرسىلەرنى) سېلىش ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلغانغا ئوخشاش، (بازارغا ئېھتىياجلىق نەرسىلەرنى) بېسىمدارلىق قىلغۇچى ئاللاھنىڭ كىتابىنى ئىنكار قىلغۇچىغا ئوخشاش.

مُحْتَلِمٌ: بالاغەتكە يەتكەن، بالاغەتكە يەتكۈچى.

«غُسْلُ يَوْمِ الْجُمُعَةِ وَاجِبٌ عَلَى كُلِّ مُحْتَلِمٍ» ‹حديث›: جۈمە كۈنى غۇسۇل قىلىش ھەربىر بالاغەتكە يەتكەن مۇسۇلمانغا زۆرۈردۇر.

مُحْتَمَلٌ: مۇمكىن، ئېھتىمال.

مَحْتُوْمٌ: چوقۇم، مۇقەررەر.

الْأَجَلُ الْمَحْتُوْمُ: ئۆلۈم، پۈتۈلۈپ كەتكەن ئەجەل.

مُحْتَوٍ: ئۆز ئىچىگە ئالغۇچى.

مُحْتَوًى ج مُحْتَوِيَاتٌ: مەزمۇن، مۇندەرىجە.

مُحْتَوِيَاتُ الْكِتَابِ: كىتابنىڭ مەزمۇنى، مۇندەرىجىسى.

بَلَّغَ مُحْتَوِيَاتِ الْوَثَائِقِ: ھۆججەتلەرنىڭ مەزمۇنىنى يەتكۈزدى.

مَحْثُوْثٌ: ئىلھاملاندۇرۇلغان، رىغبەتلەندۈرۈلگەن.

مَحْجَأٌ: پاناھگاھ، پاناھلىنىدىغان جاي.

مِحْجَاجٌ: جېدەلخور، كۆپ مۇنازىرىلەشكۈچى.

مَحَجٌّ ج مَحَاجٌّ: ھەج قىلىدىغان جاي.

مُحَجَّبٌ: پەردىلەنگەن، نىقابلانغان، ئورالغان.

مُحَجَّبَةٌ ج مُحَجَّبَاتٌ: رىدا كىيىۋالغان.

«حَتَّى السَّيِّدَاتُ اللَّوَاتِي كُنَّ مُحَجَّبَاتٍ خَرَجْنَ مُتَظَاهِرَاتٍ»: چۈمپەردە ئارتقان ئاياللارمۇ قالماي نامايىشقا قاتناشتى.

مَحَجَّةٌ ج مَحَاجٌّ: چوڭ يول، داغدام يول؛ توغرا يول، تۈز يول.

مَحَجَّةُ الصَّوَابِ: تۈز يول، توغرا يول.

مُحَجَّلُ الْقَوَائِمِ: قاشقا (ئاتنىڭ).

يَوْمٌ مُحَجَّلٌ: مەشهۇر كۈن.

أَمْرٌ مُحَجَّلٌ: مەشهۇر ئىش.

مَحْجَرٌ: كارانتىن قىلىش ئورنى.

مَحْجِرٌ ج مَحَاجِرُ: شەھەر ئەتراپى رايونى؛ تاش كان.

مَحْجِرُ الْعَيْنِ ج مَحَاجِرُ: كۆز چانىقى.

مِحْجَمٌ وَمِحْجَمَةٌ ج مَحَاجِمُ: قان ئېلىش ئەسۋابى؛ لوكقا.

مِحْجَنٌ ج مَحَاجِنُ: قارماق، ئىلمەك؛ كانارا.

مِحْجَنُ الطَّائِرِ: قۇش تۇمشۇقى.

مَحْجُوبٌ: پەردىلەنگەن، نىقابلانغان، ئورالغان.

مَحْجُوجٌ: پاكىت بىلەن يېڭىلگۈچى.

مَحْجُورٌ: ئارقىغا سۈرۈلگەن، كېچىكتۈرۈلگەن.

مَحْجُوزٌ عَلَيْهِ: مال-مۈلۈكى قامال قىلىنغان، قەرزدار.

مَحْجُولُ الْقَوَائِمِ: قاشقا (هايۋاننىڭ).

مَحَّ يَمُحُّ مَحًّا مَحَحًا وَمُحُوحًا وَمُحُوحَةً الثَّوْبُ: كىيىم كونىرىدى.

مَحَّ الْأَثَرُ: ئىز ئۆچتى.

مَحَّتِ الدَّارُ: قورۇ-جايلار خاراب بولدى، خارابىلىككە ئايلاندى.

مَحٌّ: كونا كىيىم، يىرتىق كىيىم.

مُحٌّ ج أَمْحَاحٌ: جەۋھىرى، مېغىزى، تۇخۇمنىڭ سېرىقى.

مَحَّايَةٌ: دەسمال، يۇغۇچ؛ ئۆچۈرگۈچ.

مُحٌّ، مُحَّةٌ: تۇخۇمنىڭ سېرىقى.

مَحَّصَ يُمَحِّصُ تَمْحِيصًا الشَّيْءَ: چەككىلىدى، تازىلىدى.

مَحَّصَ الرَّجُلَ: سىناپ كۆردى، سىناق قىلدى، تەجرىبە قىلدى، سىنىدى.

«مَحَّصَ الْكِتَابَ»: كىتابنى تەتقىق قىلدى.

مَحَّصَهُ عَنْهُ: يىراق قىلىۋەتتى، نېرى قىلىۋەتتى.

«مَحَّصَ اللهُ عَنْ فُلَانٍ ذُنُوبَهُ»: ئاللاھ پالاننى گۇناھلىرىدىن پاكلىدى.

مُحْدِثٌ ج مُحْدِثُونَ: كېيىنكى زامان ئۆلىمالىرى، كېيىنكى زامان ئەدىبلىرى. مۇتەئەخخىرىنلار، بۇ (مُتَقَدِّمٌ)نىڭ ئەكسىدۇر.

مُحْدَثٌ ج مُحْدَثَاتٌ: يېڭى پەيدا بولغان ئىش، قۇرئان، سۈننەت ۋە ئىجمائىدا يوق ئىش، بىدئەت.

«كُلُّ مُحْدَثَةٍ بِدْعَةٌ وَكُلُّ بِدْعَةٍ ضَلَالَةٌ» «حديث»: يېڭىدىن پەيدا بولغان نەرسىنىڭ ھەممىسى بىدئەتتۇر، ھەممە بىدئەت گۇمراھلىقتۇر.

مُحَدَّبٌ: پولتىيىپ چىققان، تومپىيىپ چىققان.

مُحَدِّثٌ ج مُحَدِّثُونَ: باياناتچى، بايان قىلغۇچى، ھېكايە قىلغۇچى، قىسسىچى.

الْمُحَدِّثُ: ھەدىسشۇناس، ھەدىس ئالىمى.

مُحَدَّدٌ: نازۇك، بىلەپ ئىتتىكلىتىلگەن.

مُحْدِقٌ: ئورىۋالغۇچى، قورشىۋالغۇچى.

خَطَرٌ مُحْدِقٌ: كۆز ئالدىدىكى خەتەر.

مِحْدَلَةٌ ج مَحَادِلُ: تولۇق، تاش.

مِحْدَلَةٌ بُخَارِيَّةٌ: يول چىڭداش ماشىنىسى.

مَحْدُودٌ: چەكلىك، چەكلەنگەن.

غَيْرُ مَحْدُودٍ: چەكسىز، چەكلەنمىگەن.

شِرْكَةٌ مَحْدُودَةٌ: چەكلىك شىركەت.

مُدَّةٌ غَيْرِ مَحْدُودَةٍ: مۇددەتسىز، مۆھلەتسىز.

مَحْدُودِيَّةٌ: چەكلىك خاراكتېرگە ئىگە، چەكلىك.

مَحْدُوسٌ: باش ئەگكەن.

مَحْذُورٌ ج مَحْذُورَاتٌ: دىققەت قىلىدىغان ئىش، ھەزەر ئەيلەيدىغان ئىش.

مَحْذُورَةٌ: زوراۋانلىق، قورقۇنچ؛ ئاپەت.

مِحْرَابٌ: جەڭچى، باتۇر، مەرگەن، قەھرىمان.

مِحْرَابٌ ج مَحَارِيبُ: ئۆيىنىڭ تۆرى، ئۆيىنىڭ ئەڭ

ياخشى يېرى.

مِحْرَابُ الْمَسْجِدِ: مېهراب، ئىمام تۇرىدىغان جاي.

مِحْرَاثٌ ج مَحَارِيْثُ: ساپان، بۇقۇسا، كۆسەي.

سِكَّةُ الْمَحَارِيْثِ: ساپاننىڭ بىسى.

مِحْرَافٌ ج مَحَارِيْفُ: ئۆلچىگۈچ.

مِحْرَاقٌ: لاخشىگىر، كۆسەي.

مِحْرَاكُ النَّارِ: لاخشىگىر.

مِحْرَبٌ: جەڭچى، باتۇر، مەرگەن، قەھرىمان.

مُحَرِّجٌ: تەڭلىكتە قالغۇچى.

مُحَرِّرٌ: قويۇپ بەرگۈچى، ئازاد قىلغۇچى؛ ئاپتور؛ يازغۇچى، مۇئەللىپ؛ تەھرىر، مۇھەررىر.

مُحَرِّرُ الْجَرِيْدَةِ: گېزىت تەھرىرى، گېزىت مۇھەررىرى.

مُحَرِّرٌ سِيَاسِيٌّ: سىياسىي ئوبزورچى.

مُحَرَّرٌ ج مُحَرَّرَاتٌ: خەت-چەك، ھۆججەت، خەت-ئالاقە، دوكلات، ئازاد قىلىنغان، قويۇۋېتىلگەن.

﴿رَبِّ إِنِّي نَذَرْتُ لَكَ مَا فِي بَطْنِي مُحَرَّراً﴾ «قرآن»: پەرۋەردىگارىم! مەن قورسىقىمدىكى پەرزەنتىمنى ئازاد قىلىنغان ھالدا چوقۇم سېنىڭ خىزمىتىڭگە ئاتىدىم.

مُحَرِّضٌ: كۈشكۈرتكۈچى.

مُحَرَّضٌ: قوتۇرۇلغان، غەم-قايغۇدىن يادىلىپ كەتكەن.

مُحَرِّكٌ: قوزغىغۇچى، ھەرىكەتلەندۈرگۈچى، قۇتراتقۇچى، كۈشكۈرتكۈچى؛ مۇددىئا، مەقسەت، غەرەز.

مُحَرِّكُ الْفِتَنِ: پىتنە قوزغىغۇچى.

مُحَرِّكُ الشَّهِيَّةِ: ئىشتەي قوزغىغۇچى.

مُحَرِّكٌ مِيْكَانِيْكِيٌّ: ماتور.

مُحَرِّكٌ كَهْرَبِيٌّ: ئېلېكتر دۇئگاتېل.

مُحَرِّكُ الْبِنْزِيْنِ: بېنزىن دۇئگاتېل.

مُحَرِّكُ السَّيَّارَةِ: ماشىنىنىڭ موتورى.

لَا يَحْتَاجُ هَذَا الْعَامِلُ الْمُسِنّ إِلَى جُهْدٍ كَبِيْرٍ كَيْ يُعِيْدَ الْمُحَرِّكَ إِلَى الْعَمَلِ: بۇ ياشانغان ئىشچى كۆپ كۈچ سەرپ قىلماي ماشىنىنىڭ چاتىقىنى ئوڭشىيالايدۇ.

قُوَّةٌ مُحَرِّكَةٌ: ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ.

الْقُوَّاةُ الْمُحَرِّكَةُ لِلثَّوْرَةِ: ئىنقىلابنىڭ ھەرىكەتلەندۈرگۈچى كۈچى.

مُحَرَّمٌ: چەكلەنگەن، هارام قىلىنغان، هىجرىيە 1-ئاي.

الْمُحَرَّمَاتُ: بىۋاسىتە تۇغقان، قانداشلار، مەھرەملەر، توي قىلىش چەكلەنگەن تۇغقانلار.

مَحْرَقُ أَجْسَادِ الْمَوْتَى: جەسەت كۆيدۈرۈش ئورنى.

مُحْرِقٌ: كۆيدۈرگۈچى.

مَحْرَقَةٌ ج مَحَارِقُ: كۆيدۈرۈش ئورنى.

مُحْرِقَةٌ: كۆيدۈرگۈچى.

شَمْسٌ مُحْرِقَةٌ: كۆيدۈرگۈچى قۇياش.

قُنْبُلَةٌ مُحْرِقَةٌ: كۆيدۈرگۈچى بومبا.

شَعَرْتُ بِحَرَارَةِ الشَّمْسِ الْمُحْرِقَةِ فِي الْبُلْدَانِ الْحَارَّةِ: تېمپېراتۇرىسى يۇقىرى مەملىكەتلەردە قۇياشنىڭ كۆيدۈرگۈچى ئىسسىقلىقىنى سەزدىم.

مُحْرِمٌ ج مُحْرِمُوْنَ: ھەجگە ئېھرام باغلىغۇچى.

مُحْرَمٌ ج مَحَارِمُ: ئېھراملىق، ئېھرام كىيىمى.

مَحْرَمٌ ج مَحَارِمُ: ئاللاھ هارام قىلغان شەيئىلەر؛ بىر-بىرىگە نىكاھلىنىپ توي قىلىش ھەرگىز دۇرۇس بولمايدىغان تۇغقان ئەر-ئاياللار.

مَحَارِمُ اللَّيْلِ: كېچىنىڭ قورقۇنچلىرى.

«لَايَخْلُوَنَّ رَجُلٌ بِامْرَأَةٍ إِلَّا وَمَعَهَا ذُوْ مَحْرَمٍ» «حديث»: مەھرەمسىز ئايال يات ئەر بىلەن ئايرىم خالىي جايدا تۇرمىسۇن.

مَخْرَمَةٌ ج مَخَارِمُ: قولياغلىق؛ باشياغلىق؛ چۆمبەل.

مَخْرُوْرٌ: بەدىنى قىزىپ كەتكەن، قىزىغان.

الطِفْلُ مَخْرُوْرُ الْجِسْمِ لاَ شَكَّ أَنَّهُ مَصَابٌ بِالْحُمَّى: بالىنىڭ بەدىنى قىزىق تۇرىدۇ، قىزىتمىسى ئۆرلەپ قالغان ئوخشايدۇ.

مَخْرُوْسٌ: م «مَخْرُوْسَةٌ»: قوغدالغان، ساقلانغان، مۇھاپىزەت قىلىنغان.

مَخْرُوْقٌ: كۆيدۈرۈلگەن، كۆيگەن، ئازابلانغان.

مَخْرُوْقُ الْقَلْبِ: يۈرىكى كۆيگەن.

مَخْرُوْقٌ ج مَخْرُوْقَاتٌ: يېقىلغۇ.

مَخْرُوْقٌ جَامِدٌ: قاتتىق يېقىلغۇ.

مَخْرُوْقٌ سَائِلٌ: سۇيۇق يېقىلغۇ.

مَخْرُوْمٌ: بىچارە، بەختسىز، قۇرۇق قالغۇچى، مەھرۇم بولغۇچى.

«أَشْفِقْ عَلَى الْفُقَرَاءِ وَالْيَتَامَى وَالأَرَامِلِ وَالْمَحْرُوْمِيْنَ»: پېقىر-مىسكىنلەرگە، يېتىملەرگە، تۇل خوتۇنلارغا ۋە بەھرىمەن بولۇشقا تېگىشلىك نەرسىلەردىن بەھرىمەن بولالمىغانلارغا ھېسداشلىق قىل!

مِخْزَانٌ: غەمكىن، غەمناك، ئۆيچان.

مِخْزَرَةٌ: مۆلچەر.

مَخَزٌّ: پەرەز، تەخمىن، جىددىي پەيت؛ يارا ئىپىزى؛ بەلگە، ئالامەت.

أَصَابَ الْمَحَزَّ: مۇھىم يېرىگە تەگدى.

مَحَزٌّ: كېسىش ئەسۋابى.

مَحْزَمٌ ج مَحَازِمُ: بەلۋاغ، پەرتۇق.

مُحْزَنٌ: غەمكىن، غەمناك، ئۆيچان.

مُحْزِنٌ: قايغۇغا سالغۇچى، غەمگە سالغۇچى.

رِوَايَةٌ مُحْزِنَةٌ: تراگېدىيىلىك رومان.

مَسْرَحِيَّةٌ مُحْزِنَةٌ: تراگېدىيىلىك تىياتىر.

مَحْزُوْنٌ: غەمكىن، غەمناك، ئۆيچان.

مِحْسَبَةٌ: كىچىك تەكىيە، كىچىك ياستۇق.

مَحْسَدَةٌ: باشقىلار تەرىپىدىن ھەسەت قىلىنىدىغان پۇل-مال، ئابروي قاتارلىقلار.

مُحَسٌّ: سەزگىلى بولىدىغان، سېزىلىدىغان.

مَحَسَّةٌ ج مَحَسَّاتٌ: تارغاق، ئات قاشلىغۇچ.

مِحَسَّةُ الْخَيْلِ: ئات تاتلىغۇچ.

مُحَسِّنٌ: زىننەتلىگۈچى، ياخشىلىغۇچى، ھۆسن تۈزگۈچى، ئىسلاھاتچى.

مُحْسِنٌ ج مُحْسِنُوْنَ: ياخشى ئادەم، خەير-ساخاۋەت قىلغۇچى، ياخشىلىق قىلغۇچى.

مَحْسُوْبٌ ج مَحَاسِيْبُ: سانالغۇچى، ھېساب قىلىنغۇچى، گۇمان قىلىنغۇچى؛ قانات ئاستىغا ئېلىنغۇچى.

مَحْسُوْبِيَّةٌ: سالاھىيەت ۋە قابىلىيەتكە قارىماي، مۇناسىۋەت ۋە يۈز-ئابرۇيغا قاراپ خىزمەتكە قويۇش.

مَحْسُوْدٌ:ھەسەت قىلىنغان.

مَحْسُوْرُ الْبَصَرِ: كۆز قۇۋۋىتى ئاجىزلىغان.

مَحْسُوْسٌ: سەزگىلى بولىدىغان، سېزىلىدىغان.

غَيْرُ مَحْسُوْسٍ: سەزگىلى بولمايدىغان.

دَلِيْلٌ مَحْسُوْسٌ: سېزىلىدىغان پاكىت، تېپىلىدىغان پاكىت.

تَقَدُّمٌ مَحْسُوْسٌ: كۆرۈنەرلىك ئىلگىرىلەش.

«تَقَدَّمَ التَّعْلِيْمُ الْجَامِعِيّ تَقَدُّمًا مَحْسُوْسًا مِنْ حَيْثُ إِزْدِيَادِ عَدَدِ الْجَامِعَاتِ وَطُلاَّبِهَا»: ئۇنىۋېرسىتېتنىڭ ۋە ئۇلارنىڭ ئوقۇغۇچىلىرىنىڭ سانى كۆپىيىگەنلىكتىن ئۇنىۋېرسىتېت مائارىپى كۆرۈنەرلىك ئالغا ئىلگىرىلىدى.

مِحْشَأٌ ج مَحَاشِئُ: پىنىدىك، قورساق ئاسرىغۇچ.

مَحْشَرٌ ج مَحَاشِرُ :يىغىلىدىغان جاي، مەھشەرگاھ.

مِحَشٌّ ج مِحَشَاشٌ: چالغا، ئورغاق؛ لاخشىگىر.

مَحَشٌّ: ئوت خەسلىك جاي.

مُحَشًّى: چۆرىسى شەرھلەنگەن كىتاب، ھاشىيىلىك كىتاب.

مَحْشَمٌ ج مَحَاشِمُ: ئۇرۇقدان.

مَحْشُوٌّ: قاپلانغان، تىقىلغان؛ قىيمىلىق تاماق، تۈگۈلگەن تاماق.

الصَّنْدُوقُ مَحْشُوٌّ بِالْمَلَابِسِ: ساندۇقتا لىق كىيىم بار.

مَحْشِيٌّ ج مَحْشِيَّاتٌ وَمَحَاشِيُّ: قاپلانغان، تىقىلغان؛ قىيمىلىق تاماق، تۈگۈلگەن تاماق.

مَحَصَ يَمْحَصُ مَحْصًا الشَّيْءَ: چەككىلىدى، ئايرىدى، ئىلغاپ ئالدى، تازىلىدى.

مَحَصَ الْغَزَالُ: ئاھۇ قاتتىق يۈگۈردى.

«مَحَصَ الذَّهَبَ بِالنَّارِ»: ئالتۇننى تاۋلىدى.

مَحَصَ السِّنَانَ:نەيزىنى سىلىقلاتتى، پارقىراتتى.

أَرْضٌ مَحْصَاةٌ: تاشلىق يەر، شېغىللىق يەر.

مِحْصَدٌ ج مَحَاصِدُ: ئورغاق.

مِحْصَدَةٌ ج مَحَاصِدُ: ئورغاق، چالغا، ئورۇش ماشىنىسى.

مُحَصِّلُ التَّذَاكِرِ: بېلەت ساتقۇچى.

مُحَصَّنٌ: پۇختا قورغان.

﴿لَا يُقَاتِلُونَكُمْ جَمِيعاً إِلَّا فِي قُرًى مُحَصَّنَةٍ﴾ «قرآن»: ئۇلار پەقەت مۇستەھكەم شەھەر ئىچىدە تۇرغاندىلا ئاندىن سىلەرگە قارشى بىرلىشىپ ئۇرۇش قىلالايدۇ.

مُحْصَنٌ: ئايالى بار ئەر، خوتۇنلۇق ئەر.

﴿وَالْمُحْصَنَاتُ مِنَ النِّسَاءِ﴾ «قرآن»: ئېرى بار ئاياللار.

مِحْصَنَةٌ ج مَحَاصِنُ: سېۋەت.

اِمْرَأَةٌ مُحْصَنَةٌ: ئېپپەتلىك ئايال، ئېرى بار ئايال.

مَحْصُورٌ: قامال قىلىنغان، قورشالغان، مۇھاسىرە قىلىنغان؛ چەكلەنگەن.

مَحْصُولٌ ج مَحْصُولَاتٌ وَمَحَاصِيلُ: مەھسۇلات، ئىشلەپچىقىرىش مەھسۇلاتلىرى، ھوسۇل.

«هَذَا مَحْصُولُ كَلَامِهِ»: بۇ ئۇنىڭ سۆزىنىڭ خۇلاسىسى.

مَحْصُولَاتٌ زِرَاعِيَّةٌ: يېزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرى.

مُحْصًى: ساناقلىق.

غَيْرُ مُحْصًى: ساناقسىز، ھېسابسىز.

مَحَضَ يَمْحَضُ مَحْضًا فُلَانًا النُّصْحَ أَوِ الْوُدَّ: سەمىمىي نەسىھەت قىلدى، سادىق دوستلۇقنى ئىپادىلىدى.

مَحَضَهُ الثَّنَاءَ: ماختاپ ئۇچۇردى، ماختاپ كۆككە كۆتۈردى.

مَحُضَ يَمْحُضُ مُحُوضَةً نَسَبُ الرَّجُلِ وَمَحَضَ الرَّجُلُ فِي نَسَبِهِ: نەسەبى پاك بولدى، نەسەبى ئېسىل بولدى.

مَحْضٌ ج مِحَاضٌ: ساپ، خالىس، نوقۇل.

«لَبَنٌ مَحْضٌ»: ساپ سۈت.

«فِضَّةٌ مَحْضٌ»: ساپ كۈمۈش.

«فَعَلَ هَذَا بِمَحْضِ اِخْتِيَارِهِ»: بۇنى نوقۇل ئىختىيارى بىلەن قىلدى.

مِحْضَرٌ: كەلمەك، ھازىر بولماق.

بِمِحْضَرِهِ: ئۇنىڭ ھوزۇرىدا.

«كَانَتْ أَمْوَالُهُ تَنْهَبُ بِمَحْضَرٍ مِنْ رِجَالِ الْأَمْنِ»: ئۇنىڭ ماللىرى ئامانلىق قوغدىغۇچىلار بار بولسىمۇ بۇلاپ كېتىلدى.

مَحْضِرٌ: كەلمەك، ھازىر بولماق، قاتناشماق.

مَحْضَرٌ ج مَحَاضِرُ: خاتىرە دەپتەر.

مَحْضَرُ الْجَلْسَةِ: يىغىن خاتىرىسى.

مُحْضِرُ الْمَحْكَمَةِ: قانۇن ساقچىسى.

مُحْضَرٌ: بار بولغان، ھازىر بولغان.

مَحْضَنَةٌ ج مَحَاضِنُ: يەسلى، باللار باغچىسى.

مَحْضُورٌ: سەكراتقا چۈشۈپ قالغۇچى.

مَحَطٌّ: چۈشىدىغان جاي، دەم ئالىدىغان جاي،

مَذْغُوفٌ: زەھەر بېرىلگەن، زەھەرلەنگەن.

طَعَامٌ مَذْغُوفٌ: زەھەر سېلىنغان تاماق.

مَذَقَ يَمْذُقُ مَذْقًا الشَّرَابَ: سۇيۇلدۇردى، بوشاشتۇردى، شارابقا سۇ قوشتى.

مَذِقٌ: سۇيۇق، شالاڭ.

مِذْكَارٌ ج مَذَاكِيرُ: كۆپ ئوغۇل تۇغىدىغان ئايال، ئوغۇلچى ئايال.

مُذْكِرٌ: ئوغۇل تۇغقان ئايال.

مُذَكِّرٌ: ۋەز ئېيتقۇچى، ئەسلەتكۈچى، ئەسلەتمە.

مُذَكَّرٌ: ئەر، ئەر جىنسى.

مُذَكِّرَةٌ ج مُذَكِّرَاتٌ: ئۆلتىماتوم، باياناتنامە، ئەسلەتمە، خاتىرە دەپتەر.

مُذَكِّرَةُ الْمُحَامِي: ئادۋوكاتنىڭ ئېتىرازنامىسى، ئادۋوكاتنىڭ باياناتنامىسى، ئادۋوكاتنىڭ يازما دوكلاتى.

مُذَكِّرَةٌ تَفْسِيرِيَّةٌ: قانۇن ياكى يېڭى پرىنسىپ ئارقىلىق مەقسەتنى چۈشەندۈرىدىغان باياننامە.

مُذَكِّرَةُ اِحْتِجَاجٍ: نارازىلىق باياننامىسى.

مُذَكِّرَةُ اِتِّهَامٍ: قارىلاش باياننامىسى.

مُذَكَّرَةٌ: كۈندىلىك خاتىرە.

«سَجَّلَ فِي مُذَكِّرَتِهِ مَوْعِدَ قِيَامِ الطَّائِرَةِ»: خاتىرە دەپتىرىگە ئايروپىلاننىڭ قوزغىلىش ۋاقتىنى خاتىرىلىۋالدى.

مُذَكَّرَةٌ ج مُذَكَّرَاتٌ: ئەركەكزەدەك.

إِمْرَأَةٌ مُذَكَّرَةٌ: ئەركەكزەدەك ئايال.

مَذْكُورٌ: ئېيتىلغان، زىكىر قىلىنغان، تىلغا ئېلىنغان.

مَذْكُورٌ أَعْلَاهُ: يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان.

مَذْكُورٌ أَدْنَاهُ: تۆۋەندە تىلغا ئېلىندۇ، تۆۋەندە ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ.

مَذْكُورٌ سَابِقًا: يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان، يۇقىرىدا ئېيتىلغان.

﴿هَلْ أَتَى عَلَى الْإِنسَانِ حِينٌ مِّنَ الدَّهْرِ لَمْ يَكُن شَيْئاً مَّذْكُوراً﴾ «قۇرئان»: ئىنسانلار ئانىسىنىڭ قورسىقىدا بىر مۇددەتنى ئۆتكۈزىدۇ، ئۇ (ئەرزىمىگەنلىكتىن) تىلغا ئېلىنمىدىغان نەرسە بولمىدى.

مَذِلَ يَمْذَلُ مَذْلًا مَذَلَ يَمْذُلُ مَذْلًا وَمِذَالًا بِسِرِّهِ: سىرنى پاش قىلىپ قويدى، مەخپىيەتلىكنى پاش قىلىپ قويدى.

الْمَذِلُ: ئاللاھتائالانىڭ گۈزەل ئىسملىرىدىن بىرى بولۇپ، بەندىلىرىدىن خالىغان ئادەمنى خارلىققا دۇچار قىلغۇچى دېگەن مەنىدە.

مَذَلَّةٌ: خارلىق، شەرمەندىلىك، پەسلىك، رەزىللىك.

مُذَلَّلٌ: تەييارلانغان، مېڭىش ئاسان يول.

مَذَمَّةٌ ج مَذَامٌّ: رەزىللىك، قاباھەتلىك، ئەخلاقسىزلىق، ناچار قىلىق.

قَضَى مَذَمَّةَ صَاحِبِهِ: دوستىنىڭ مالامەتكە قالماسلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلدى.

مَذْمُومٌ: ئەيىبلەنگەن، مالامەت قىلىنغان، نومۇسسىز.

مُذْنِبٌ: گۇناھكار، خاتالاشقۇچى، جىنايەتچى، خاتالىق ئۆتكۈزگۈچى.

مُذَنَّبٌ ج مُذَنَّبَاتٌ: قۇيرۇقلۇق، قۇيرۇقى بار.

نَجْمٌ مُذَنَّبٌ: قۇيرۇقلۇق يۇلتۇز.

مَذْهَبٌ ج مَذَاهِبُ: يول، تەلىمات، مەسلەك، مەزھەپ، ئەقىدە، ئېتىقاد، كۆزقاراش، ئىزىم.

مَذْهَبُ الْفَرْدِيَّةِ: شەخسىيەتچىلىك.

مَذْهَبُ النِّسْبِيَّةِ: نىسپىيلىك نەزەرىيىسى.

مَذْهَبُ الْوَحْدَةِ: بىر مەنبەچىلىك، مونىزم.

مَذْهَبُ الْكَثْرَةِ: كۆپ مەنبەچىلىك.

الْمَذْهَبُ الْوَاقِعِيّ: رېئالىزم .

الْمَذْهَبُ التَّطَوّرِي الْمُبْتَذَل: چاكىنا تەدرىجىي تەرەققىيات نەزەرىيىسى.

الْمَذْهَبُ الْمَادِّيّ: ماتېرىيالىزم .

الْمَذْهَبُ التَّجْرِيبِيّ: تەجرىبىچىلىك نەزەرىيىسى.

الْمَذْهَبُ الْغَرَضِيّ: مەقسەت نەزەرىيىسى.

الْمَذْهَبُ الْمِثَالِيّ الذَّاتِيّ: سۇبيېكتىپ ئىدېئالىزم.

الْمَذْهَبُ لَا أَدْرِيَّةٌ: بىلگىلى بولماسلىق نەزەرىيىسى.

الْمَذْهَبُ الْمَعَانِيّ: چۈشەنچە نەزەرىيىسى.

الْمَذْهَبُ النَّقْدِيّ التَّجْرِيبِيّ: تەجرىبە تەنقىدچىلىكى.

الْمَذْهَبُ السّلْطَةُ الْمُطْلَقَةُ: ھاكىمىيۇتلەقلىق.

مَذْهَبُ الْمَنْفَعَةِ: مەنپەئەتپەرەسلىك.

الْمَذْهَبُ الْحُرّ: ھۆرىيەتچىلىك، لىبېرالىزم.

مَذْهَبُ الْوَضْعَةِ: قىلىپىازلىق، قاتماللىق، ئەندىزىچىلىك.

الْمَذْهَبُ الْمِثَالِيّ: ئىدېئالىزم.

الْمَذْهَبُ الْعَقْلِيّ: ئەقلىيلىق، ئەقلىچىلىق.

«مَا يُدْرَى لِفُلَانٍ مَذْهَبٌ»: تۇتامى يوق.

«مَذْهَبِي فِي حَيَاتِي كَذَا»: ھاياتتىكى مەسلىكىم مۇنداق.

مَذَاهِبُ الْإِسْلَامِ الْأَرْبَعَةِ: ئىسلام دىنىنىڭ تۆت چوڭ مەزھىپى (ھەنەپىي، شافىئىي، مالىكىي، ھەنبەلىي).

مَذْهَبِيٌّ: مەزھەپكە خاس، مەزھەپكە ئائىت.

مُذْهِلٌ: ھاڭ ـ تاڭ قالدۇرىدىغان، ھەيران قالدۇرىدىغان.

«حَقَّقَ فِي أَعْمَالِهِ نَصْرًا مُذْهِلًا»: ئىشلىرىدا ھەيران قالارلىق مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشتى.

مُذَهَّبٌ: ئالتۇن ھەل بېرىلگەن، ئالتۇن ياتىلغان.

الْمُذَهَّبَاتُ: ئالتۇن ھەل بېرىلگەن شېئىرلار (بۇ جاھىلىيەت دەۋرىدە مەيدانغا كەلگەن، ئالتۇن ھەل بېرىلگەن يەتتە قەسىدىنى كۆرسىتىدۇ. بۇلار «سەبئى مۇئەللەقات» دەپ ئاتالغان يەتتە قەسىدىدىن قالسا ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ.

مَذْهُولٌ: ھەيران قالغان، ھاڭ ـ تاڭ قالغان.

«وَقَفَ الْفَنَّانُ مَذْهُولًا أَمَامَ جَمَالِ اللَّوْحَةِ»: سەنئەتچى گۈزەل كۆرۈنۈش ئالدىدا ھاڭ ـ تاڭ قېلىپ تۇرۇپ قالدى.

مِذْوَدٌ ج مَذَاوِدُ: ئوقۇر؛ شەرەپنى قوغدىغۇچى.

مَذِيٌّ: جۈمەكتىن تامچىلىغان سۇ، جۈمەكتىن چۈشىدىغان سۇ؛ مەزى.

مِذْيَاعٌ: رادىئو، سىمسىز رادىئو، كاناي، مىكرافون، سىر ساقلىيالمايدىغان ئادەم، گەپ توشۇغۇچى، سۆخەنچى.

مِذْيَاعٌ كَهْرَبِيٌّ: ئاڭلىتىش ئاپپاراتى.

مُذِيبٌ: ئېرىتكۈچى.

مُذِيعٌ: ئاڭلاتقۇچى دىكتور.

مُذِيعُ الرَّبْطِ بَيْنَ الْفِقْرَاتِ: كىرىشتۈرگۈچى.

مُذِيعُ النَّشْرَةِ الْأَخْبَارِيَّةِ: دىكتور.

الْمُذِيعُ يَقْرَأُ الْأَخْبَارَ: دىكتور خەۋەر بەرمەكتە.

مَذِيقٌ: سۇيۇق، شالاڭ.

مَذِيمٌ: ئەيىبلەنگۈچى.

مَذْيُومٌ: ئەيىپلانغۇچى.

مَرَأَ يَمْرَأُ مَرَاءَةً الطَّعَامُ: تاماق تەملىك بولدى، تېتىملىق بولدى، يېيىشلىك بولدى، مەزىلىك بولدى، ئېغىزغا تېتىدى.

مَرُؤَ الْمَكَانُ: جاي ھاۋالىق بولدى، سالامەتلىككە ماس كەلدى، ھاۋاسى گۈزەل بولدى.

مَرُؤَ يَمْرُؤُ مُرُوءَةً: دادىل بولدى، جۈرئەتلىك بولدى، يۈرەكلىك بولدى، قەيسەر بولدى، سۇباتلىق بولدى، مەتانەتلىك بولدى.

مَرِئَ يَمْرَأُ مَرَاءَةً الطَّعَامُ: تاماق تەملىك بولدى، مېزىلىك بولدى، يېيىشلىك بولدى.

مَرْءٌ م مَرْآنِ ج رِجَال: ئادەم، ئىنسان، كىشى، ئەر.

«اَلْمَرْءُ مَعَ مَنْ أَحَبَّ» «حديث»: «كىشى ياخشى كۆرگەن ئادىمى بىلەن بىللە بولىدۇ».

«يُحَارُ الْمَرْءُ مِنْ أَيْنَ يَبْدَأُ»: كىشى قەيەردىن باشلاشتا تېڭىرقاپ قالىدۇ.

مِرَاءٌ: جېدەل-ماجىرا.

«لَا مِرَاءَ فِي أَنَّهُ مُصِيبٌ»: ئۇنىڭ توغرىلىقىدا ھېچقانداق دەتالاش يوق.

«لَا مِرَاءَ فِي الْأَمْرِ»: ھېچقانداق شەك يوق.

مُرَاءَاةٌ: ساختىلىق، رىياكارلىق.

مَرَّ مُرَائِلًا: ئۇ ئىنتايىن تېز مېڭىپ كەتتى.

مُرَاءٍ: رىياكار، ساختىپەز، مۇناپىق، ئىككى يۈزلىمچى.

مُرَابَحَةٌ: پايى سودىسى، ئېرىشكەن پايدىنى تەڭ بۆلۈشۈش شەرتى بىلەن مەبلەغ سېلىش.

أَعْطَاهُ مَا لَا مُرَابَحَةً: ئۇنىڭغا پايدىسى تېگىدىغان مال بەردى.

بَيْعُ الْمُرَابَحَةِ: ئېرىشكەن پايدىنى تەڭ بۆلۈشۈش شەرتى بىلەن مەبلەغ سېلىش.

مُرَابِطٌ: مۇھاپىزەتچى، قوغدىغۇچى.

مُرَابِطُ الْجَيْشِ: مۇھاپىزەتچى ئارمىيە، مۇداپىئە قوشۇنى.

مُرَابِعٌ: ھەر يىلى ھوسۇلنىڭ تۆتتىن بىرىنى ئالغۇچى.

مُرَابَعَةٌ: 1/4نى ئالماق، باھاردا (ئەتىيازدا) مۇئامىلە قىلىشماق.

إِسْتَأْجَرَهُ مُرَابَعَةً: ئۇنى ئەتىيازدا ياللىدى.

مُرَابٍ: جازانىخور.

مَرَاتِجُ: تار يول.

مَرَاثٍ: ئاتىنىڭ كۆتى، ئاتىنىڭ قوڭى، مەقئىتى.

مُرَاجِعٌ: تەكشۈرگۈچى.

مُرَاجِعُ الْحِسَابَاتِ: ھېسابات تەكشۈرگۈچى.

مُرَاجَعَةٌ: تەكرارلىماق، قايتا قاراپ چىقماق، سېلىشتۇرماق، تەكشۈرۈشتىن ئۆتمەك.

مُرَاجَعَةُ الْحِسَابَاتِ: ھېساباتنى قايتا تەكشۈرمەك، قايتا قاراپ چىقماق.

مَرَاحٌ: قارارگاھ، بارىدىغان جاي، كۇلۇب.

«اِنْطَلَقَ الْأَطْفَالُ إِلَى الْمَرَاحِ لِيَلْهُوْا وَيَلْعَبُوْا»: بالىلار ئويناپ-كۈلۈش ئۈچۈن كۇلۇبقا كەتتى.

مِرَاحٌ: خۇشال، شاد، خۇشال-خۇرام، شاد-خۇرام.

مُرَاحٌ: ئېغىل، ئاتخانا، قوتان.

مُرَاحُ الْغَنَمِ: قوي قوتىنى.

مُرَادٌ: ئارزۇ، مەقسەت، نىيەت، نىشان، مۇراد.

مَرَادٌ: شامال تۇرۇلىدىغان جاي، بوشلۇق ماكان، يەر، سورۇن، تۆگە يايلىقى.

مُرَادِفٌ ج مُرَادِفَاتٌ: مەنىداش سۆز، مەنىسى ئوخشاش سۆز.

مِرَارًا: كۆپ قېتىم، بىرقانچە قېتىم، قايتا.

مِرَارًا وَتَكْرَارًا: قايتا-قايتا، كۆپ مەرتىۋە، كۆپ قېتىم، تەكرار-تەكرار.

مَرَارَةٌ: ئۆت، ئۆت سۈيۈقلۇقى.

مَرَارَةٌ ج مَرَائِرُ وَمَرَارَاتٌ: ئۆت خالتىسى؛ ئاچچىق؛ زەھەر.

«إِنْشَقَّتْ مَرَارَتُهُ غَيْظًا»: قاتتىق غەزەپلەندى، قاتتىق ئاچچىقلاندى.

يَشْعُرُ بِمَرَارَةٍ: ئەلەملىك ھېس قىلماقتا.

يَبْكِي بِمَرَارَةٍ: قاتتىق يىغلىدى، ئۆكسۈپ يىغلىدى، ئېسەدەپ يىغلىدى، ھۆركىرەپ يىغلىدى، بوغۇلۇپ يىغلىدى.

مَرَازٌ. مَرَازَةٌ: ئېغىرلىق، ئومۇمىي سانى، جەمئىي.

مِرَاسٌ. مَرَاسَةٌ: كۈچ-قۇۋۋەت، بىر ئىشقا ئۇرۇنۇش.

سَهْلُ الْمِرَاسِ: ياۋاش، كۆنۈك، ئۆگەنگەن، كۆنگەن.

صَعْبُ الْمِرَاسِ: باشقۇرۇش قىيىن.

مُرَاسِلٌ: مۇخبىر، ئالاقىچى.

مُرَاسِلٌ خَاصٌّ: مەخسۇس مۇخبىر، ئالاھىدە مۇخبىر، ئالاھىدە ئالاقىچى.

«مُرَاسِلُ الصَّحِيفَةِ الْحَرْبِيِّ»: ھەربىي مۇخبىر.

مُرَاسِلُ الصَّحِيفَةِ الْخَاصّ: ئالاھىدە مۇخبىر.

مُرَاسَلَةٌ: خەت ئەۋەتىشمەك، خەۋەرلەشمەك، ئالاقىلەشمەك، ئالاقىلىشىپ تۇرماق.

مُرَاضَاةٌ: رازى بولماق، مەمنۇن بولماق، قانائەت قىلماق، خۇشال بولماق.

مِرَاطٌ: پەيسىز ئوق، پەيسىز يا ئوقى.

مُرَاعَاةٌ: كۆڭۈل بۆلمەك، رىئايە قىلماق، دىققەت قىلماق، يۈز - خاتىرە قىلماق، نەزەردە تۇتماق.

مُرَاعَاةً لِخَاطِرِهِ: ئۇنىڭ رازىلىقىنى كۆزدە تۇتۇپ.

مَعَ مُرَاعَاةِ مَا جَاءَ فِي مَادَّةٍ كَذَا: .... نىڭ مەزمۇنىغا ئەمەل قىلىپ.

مُرَاعَاةُ الْخَوَاطِرِ: يان باسماق، تەرىپىنى ئالماق، يۈز-خاتىرە قىلماق.

مُرَاعَاةً لِكَذَا: .... غا كۆڭۈل بۆلۈپ، .... نى ئېتىبارغا ئېلىپ تۇرۇپ، .... نەزەردە تۇتۇپ.

مُرَاعَاةً لِصِحَّتِهِ: ئۇنىڭ سالامەتلىكىنى نەزەردە تۇتۇپ.

قَاعِدَةُ أَوْلَى الدُّوَلِ بِالْمُرَاعَاةِ: ئەڭ ئېتىبار بېرىلىدىغان دۆلەتلەرنىڭ تۈپ پرىنسىپى .

مَرَاعِفُ: بورۇن ۋە بورۇن ئەتراپى.

مُرَاعٍ: ئېھتىيات قىلغۇچى، دىققەت قىلغۇچى.

مُرَاعِي الْمَوَاعِيدِ: ۋاقىتقا رىئايە قىلغۇچى.

مُرَاغَمَةٌ: ئاچچىقلىماق، دۈشمەنلەشمەك، يىراقلاشماق.

مُرَافَعَةٌ ج مُرَافَعَاتٌ: دەۋانىڭ تۇغرا ئېلىپ بېرىلىشى ئۈچۈن قوللىنىلىدىغان مۇئەييەن چارە- تەدبىرلەر.

مُرَافَعَةُ الْمُحَامِي: ئادۋوكاتنىڭ سوتتا ئاقلاپ چىقىشى.

حَقُّ الْمُرَافَعَةِ: دەۋا ھەققى.

يَوْمُ الْمُرَافَعَةِ: ئادۋوكاتنىڭ قارىلانغۇچىنى ئاقلاشقا بەلگىلەنگەن كۈن.

قَانُونُ الْمُرَافَعَةِ: دەۋا قانۇنى.

جَلْسَةُ الْمُرَافَعَةِ: سوراق قىلىش، تىرگاۋ قىلىش.

مُرَافِقٌ: ھەمراھ، شېرىك، بىللە بولغۇچى، ھەمراھ بولغۇچى.

مُرَافِقُ الْمَرْأَةِ: ئايالنىڭ يارى، ئاشىقى، سۆيگىنى.

مَرَافِقُ عَامَّةٌ: ئاممىۋى پاراۋانلىق ئىشلىرى.

الْمَرَافِقُ الْعِلْمِيَّةُ: ئىلىم-پەن ساھەسىدىكى تەجرىبە ئۈسكۈنىلىرى.

مُرَافَقَةٌ: ھەمراھ بولماق، بىللە بولماق.

«تَجَنُّبُ مُرَافَقَةِ الْأَشْرَارِ»: يامان ئادەملەرگە ھەمراھ بولۇشتىن ساقلان.

مُرَاقِبٌ ج مُرَاقِبُونَ: تەكشۈرگۈچى، نازارەت قىلغۇچى، كۆزەتكۈچى، باشقۇرغۇچى.

مُرَاقِبُ الْإِمْتِحَانَاتِ: ئىمتىھان نازارەتچىسى.

مُرَاقَبَةٌ: باشقۇرماق، تەكشۈرمەك، نازارەت قىلماق، كۆزەتمەك، مارىماق.

لَجْنَةُ الْمُرَاقَبَةِ: تەكشۈرۈش ھەيئىتى، تەپتىش كومىتېتى.

رِسَالَةٌ مُرَاقَبَةٌ: تەكشۈرۈلگەن ماقالە، چەكلەنگەن ماقالە.

مُرَاقَبَةُ الْمَطْبُوعَاتِ: مەتبۇئاتنى تەكشۈرمەك.

مُرَاقَبَةُ الْإِمْتِحَانَاتِ: ئىمتىھاننى نازارەت قىلىش.

«وَضَعَهُ تَحْتَ الْمُرَاقَبَةِ»: ئۇنى نازارەت ئاستىغا ئالدى.

مَرَاقُّ الْبَطْنِ: قورساقنىڭ ئاستىنقى قىسمى.

مَرَاكِبِيٌّ ج مَرَاكِبِيَّةٌ: كېمىچى، ئۆز كېمىسى بىلەن

تىرىكچىلىك قىلغۇچى.

مُراكَضَةٌ: چېپىشماق، چېپىشىشتا مۇسابىقىلەشمەك.

مُراكَلَةٌ: تېپىشمەك.

مُراكَنَةٌ: قۇدا چۈشمەك، قۇدىلاشماق، چاي ئىچۈرمەك.

مَرامٌ ج مَرامَاتٌ: ئوي - مۇددىئا، مەقسەت، ئارزۇ، غايە، تىلەك، ئۈمىد، نىشان.

بَلَغَ مَرامَهُ: مەقسىتىگە يەتتى.

مُرامَحَةٌ: نەيزىۋازلىق.

الْمُرامِي: قەۋس يۇلتۇز تۈركۈمى.

مِرانٌ: مەشىق، مەشىق قىلماق.

مِرانٌ جَسَدِيٌّ: گىمناستىكا، تەنتەربىيە، تەنھەرىكەت.

مَرانَةٌ: ئەۋرىشىملىك، ئېلاستىكلىق، ئېگىلىشچانلىق.

مُراهِقٌ ج مُراهِقُونَ: بالاغەتكە يەتكۈچى ئەر.

مُراهَقَةٌ: بالاغەتكە يەتمەك.

سِنّ الْمُراهَقَةِ: بالاغەت يېشى.

«نَضَجَ تَفْكِيرُهُ وَتَخَطَّى مَرْحَلَةَ الْمُراهَقَةِ»: ئۇنىڭ پىكرى پىشىپ پېتىلىپ بالاغەتكە يېتىش باسقۇچىدىن ئۆتۈپ كەتتى.

مُراهَنَةٌ ج مُراهَنَاتٌ: شەرتلەشمەك، باغلاشماق، بەسلەشمەك.

مُراوِغٌ: ياغلىما سۆزلۈك ئادەم، ھىيلىگەر.

مُراوَغَةٌ: باش تارتماق، رەت قىلماق، ئۆزىنى قاچۇرماق.

مُراوَغَةٌ فِي الْكَلَامِ: ياغلىما سۆز قىلماق.

مِرْآةٌ ج مَرَايَا: ئەينەك.

إِنَّ التَّارِيخَ مِرْآةٌ لِحَوَادِثِ الزَّمَانِ: تارىخ زامان ھادىسىلىرىنىڭ ئەينىكىدۇر.

مَرْأَبٌ ج مَرَائِبُ: گاراژ، ئاپتوموبىل ئىسكىلاتى، ماشىنا قويىدىغان ئۆي.

«وَضَعَ سَيَّارَتَهُ فِي الْمَرْأَبِ لِيَحْمِيَهَا مِنْ حَرَارَةِ الشَّمْسِ»: قۇياشنىڭ ھارارىتىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن ماشىنىسىنى ماشىنا ئىسكىلاتىغا قويدى.

مَرْأَةٌ ج نِسَاءٌ وَنِسْوَةٌ وَنِسْوَانٌ: ئايال، خوتۇن كىشى، خوتۇن.

مَرْؤُوسٌ: پۇقرا، تۆۋەن تەبىقە.

مَرْأًى ج مَرَاءٍ: كۆرۈش دائىرىسى ئىچىدە، مەنزىرە، كۆرۈنۈش.

عَلَى مَرْأَى النَّاسِ: كىشىلەر ئالدىدا، كىشىلەر كۆرۈپ تۇرىدىغان جايدا، ئاما ئالدىدا.

«لِهٰذِهِ الْفَتَاةِ مَرْأًى حَسَنٌ»: بۇ قىزنىڭ چىراي-شەكلى گۈزەل.

فُلَانَةٌ حَسَنَةُ الْمَرْأَى: پالانى ئايال گۈزەل، كۆرۈنۈشى چىرايلىق.

«فَعَلَهُ بِمَرْأًى مِنَ الْجَمِيعِ»: ھەممە ئادەمنىڭ كۆز ئالدىدا قىلدى.

مَرْئِيٌّ: كۆرگىلى بولىدىغان، روشەن، ئاشكارا.

مَرْئِيَّاتٌ: كۆرگىلى بولىدىغان نەرسىلەر.

عِلْمُ الْمَرْئِيَّاتِ: ئوپتىكا (نۇرنىڭ پەيدا بولۇشى، تارقىلىشى ۋە ماددىلار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىگە دائىر بىر خىل فىزىكىلىق ئىلىم).

مَرْبَأٌ ج مَرَابِئُ: كۆزىتىش ئورنى.

مُرَبَّبٌ ج مُرَبَّيَاتٌ: مۇراببا.

«تَنَاوَلَ فِي إِفْطَارِهِ بَعْضَ الْمُرَبَّيَاتِ»: ناشتىدا مۇراببادىن ئازراق ئىستېمال قىلدى.

مُرَبَّةٌ ج مُرَبَّاتٌ: مۇراببا.

مُرَبَّعٌ: تۆت چاسا، تۆت بۇرجەكلىك، كۋادرات.

مِتْرٌ مُرَبَّعٌ: كۋادرات مېتىر.

بِنَاءٌ مُرَبَّعٌ: تۆت چاسا بىنا.

مُرَبَّعٌ قَائِمُ الزَّاوِيَةِ: تىك بۇلۇڭلۇق تۆت چاسا.

شِبْهُ مُرَبَّعٍ: تراپېتسىيە شەكىللىك.

مُرَبّ: يېتەكچى، تەربىيىچى، ئوقۇتقۇچى، مۇئەللىم، ئۇستاز، ماتارىپشۇناس.

مُرَبَّى: تەربىيە كۆرگەن، تەربىيىلەنگەن، مۇرابىا.

كَيْفَمَا يَكُنِ الْمُرَبّي يَكُنُ الْمُرَبَّى: تەربىيىچى قانداق بولسا تەربىيىلەنگۈچى شۇنداق بولىدۇ.

مُرَبِّيَةٌ: ئايال تەربىيىچى، ئايال ئۇستاز، بالا تەربىيىچىسى، خانىم.

الطِّفْلُ جَالِسٌ مَعَ مُرَبِّيَتِهِ: بالا تەربىيىچى خانىمى بىلەن ئولتۇرىدۇ.

مُرَبِّيَةُ أَطْفَالٍ: بالا تەربىيىچىسى.

مُرْبِحٌ: پايدا ئالغۇچى، پايدا ئالغىلى بولىدىغان، پايدىلىق، پايدا بېرىدىغان.

مَرْبَضٌ ج مَرَابِضُ: ئېغىل، قوتان.

مَرْبِطٌ ج مَرَابِطُ: ئۇلاغ باغلايدىغان ئورۇن.

هَذَا مَرْبِطُ الْفَرَسِ: گەپنىڭ مەزمۇنى، گەپنىڭ يوسۇنلىسى.

مِرْبَطٌ ج مَرَابِطُ: تانا، ئارغامچا.

مَرْبَعٌ ج مَرَابِعُ: يايلاق، تۇتلاق، باھارنى ئۆتكۈزىدىغان جاي، چارۋىچىلىق مەيدانى.

مَرْبَعُ الصَّيْدِ: ئوۋ مەيدانى.

مِرْبَعَةٌ ج مِرْبَعَاتٌ وَمَرَابِعُ: تىرەك، پىشاك.

مُرْبِكٌ: بىرىكتۈرگۈچى، ئاۋارە قىلغۇچى، خاپا قىلغۇچى.

مَرْبُوبٌ: ئاسراندى ئوغۇل.

مَرْبُوطٌ: باغلانغان.

تَاءٌ مَرْبُوطَةٌ: «ت» نىڭ «ة» شەكلى.

مَرْبُوعٌ: ئوتتۇرا بوي.

رَجُلٌ مَرْبُوعٌ: ئوتتۇرا بوي ئادەم.

مَرْبُوعُ الْقَامَةِ: ئوتتۇرا بوي ئادەم.

مُرَبّى: يەسلى.

مَرَتَ يَمْرِتُ مَرْتًا الشَّيْءَ: سىلىقلىدى، تەكشىلىدى، سىلىقلاتتى.

مُرَتِّبٌ: شەك قىلغۇچى، شەكلەنگۈچى، گۇمانلانغۇچى، شۈبھىلىك.

«وَأَلَنْتَ أَلْبَابَ الْوَرَى بِمَوَاعِظٍ غُرٍّ وَمَا فِي صِدْقِهَا مُرْتَابٌ»: تەسىرلىك ۋەزلىرىڭ بىلەن كىشىلەرنىڭ قەلبىنى ئېرىتىۋەتتىڭ. بۇ ۋەزلەرنىڭ راستلىقىدا شەك قىلىدىغان ھېچ كىشى يوق.

مِرْتَاجٌ ج مَرَاتِيجُ: دەم، تاقاق.

«أَحْكِمْ غَلْقَ الْبَابِ بِالْمِرْتَاجِ»: ئىشىكنى تاقاق بىلەن مەھكەم تاقىغىن!

مُرْتَاحٌ: راھەتلەنگۈچى، مەمنۇن بولغۇچى، خاتىرجەم.

مُرْتَاحُ الْبَالِ: خاتىرجەملىك.

مُرْتَاعٌ: قورقۇنچلۇق، ھەيران قالارلىق، كىشىنى چۆچۈتىدىغان.

مَرْتَبَةٌ ج مَرَاتِبُ: دەرىجە، مەرتىۋە، كاتېگورىيە، ئورۇن، ئۇنۋان، كۆرپە.

مَرْتَبَةُ الْمِئَاتِ: يۈزلەر خانىسى.

مَرْتَبَةُ الْعَشَرَاتِ: ئونلۇق خانە، ئونلار خانىسى.

مَرْتَبَةُ الْأُلُوفِ: مىڭلار خانىسى.

«حَصَلَ عَلَمَرْتَبَةِ الشَّرَفِ»: شەرەپلىك ئورۇنغا ئىگە بولدى.

إِحْتَلَّ الْمَرْتَبَةَ الْأُولَى: بىرىنچىلىكنى ئالدى.

مُرْتَبِطٌ ج مُرْتَبِطُونَ: ئالدىراش، باغلانغان، مەشغۇل.

«أَرْجُو أَلَّا تَكُونَ مُرْتَبِطًا هَذَا الْيَوْمَ لِتُشَرِّفَنِيْ بِالزِّيَارَةِ»: بۈگۈن بىزنى يوقلاپ شەرەپناك قىلىشىڭىز ئۈچۈن بىرەر ئىشقا ئۇتۇلۇپ قالمىسىڭىزكەن.

مُرْتَبِطٌ بِمَوْعِدٍ: ۋەدىلىشىپ قويغان.

مُرْتَبِطَةٌ إِرْتِبَاطًا وَثِيقًا: مۇستەھكەم باغلانغان.

مُرْتَبِكٌ: مۇرەككەپ، چىگىش.

مُرَتَّبٌ ج مُرَتَّبَاتٌ: تەرتىپلىك، رەتلىك، ياخشى

ئورۇنلاشتۇرۇلغان، قائىدىلىك، ماتاش.

تِلْمِيذٌ مُرَتَّبٌ: تەرتىپلىك ئوقۇغۇچى.

«كَمْ مُرَتَّبُكَ فِي الشَّهْرِ»: ئايلىق ماتاشىڭ قانچە ؟

دَفْعُ الْمُرَتَّبَاتِ: ئىش ھەققى تارقاتماق.

مُرَتِّلٌ: ئۈنلۈك ئوقۇغۇچى، ناخشا ئېيتقۇچى، (قۇرئاننى) ياخشى ئوقۇغۇچى.

الْمُصْحَفُ الْمُرَتَّلُ: تەجۋىد بىلەن ئوقۇلغان قۇرئان كەرىم.

مُرَتَّجٌ: تەۋرىتىلگەن، تىترىتىلگەن.

صَوْتٌ مُرَتَّجٌ: تىترىگەن ئاۋاز.

مُرْتَجَلٌ: ئىپلاپ تۇرماستىنلا ئېيتىلغان سۆز، دەرھال ئوتتۇرىغا قويۇلغان سۆز.

مُرْتَجٌ: تەۋرىگەن، تىترىگەن.

صَوْتٌ مُرْتَجٌ: تىترىگەن ئاۋاز.

مُرْتَحِلٌ: كۆچۈپ كەتكەن.

«لَا مُرْتَحَلَ الْيَوْمَ»: بۈگۈن سەپەرگە ئاتلانمايمىز.

مُرْتَخِصٌ: باھاسى تۆۋەن، ئەرزان.

مُرْتَخَصٌ: ئەرزان.

جَادَ بِكُلِّ مُرْتَخَصٍ وَغَالٍ: ئىلكىدە بارلىق ھەممىنى سەرپ قىلدى، تىرىشچانلىق كۆرسەتتى.

مُرْتَدٌّ: چېكىنگۈچى، يانغۇچى، قايتقۇچى، مۇرتەت.

مُرْتَدٌّ عَنِ الدِّينِ: دىندىن يانغۇچى.

مُرْتَزِقٌ: ياللانغان، نورما ئاشلىقا ئىگە بولغان، تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرىنىڭ مەنبەسى.

مُرْتَزِقَةٌ: تەمىنلەشكە ئېرىشكەن ئادەم؛ ياللانما ئەسكەر، ياللانما قوشۇن.

مُرْتَشٍ: پارا ئالغۇچى، پارىخور.

مَرْتَعٌ ج مَرَاتِعُ: ئوت - چۆپلۈك مول يايلاق، مول چارۋىچىلىق مەيدانى، ئوتلاق.

مَرْتَعُ الرَّذِيلَةِ: جىنايەت مەنبەسى، رەزىللىك ئوچىقى.

مُرْتَفِعٌ: يۇكسەك، ئالىي، يۇقىرى، ئۈستۈن.

مُرْتَفَعٌ ج مُرْتَفَعَاتٌ: ئېگىز جاي، ئېگىزلىك.

مُرْتَفَعٌ جَوِّيٌّ: ھاۋا بېسىمى يۇقىرى جاي.

«تَكْثُرُ الْمُرْتَفَعَاتُ فِي الْجَزَائِرِ»: ئالجىرىيىدە ئېگىزلىكلەر كۆپ.

مُرْتَفِقٌ: پايدىلىنىش ھوقۇقىغا ئىگە بولغۇچى.

مُرْتَفَقٌ ج مُرْتَفَقَاتٌ: ياستۇق، تەكيە؛ ھاجەتخانا؛ يۇيۇنۇش ئۆيى.

مُرْتَقٍ: تەرەققىي قىلغان، تەرەققىي قىلىپ ئۆسكەن، مەدەنىيەتلىك.

مُرْتَقًى: تەرەققىيات، كۆتۈرۈلۈش، مەدەنىيەتلىك.

«مَكَانٌ صَعْبُ الْمُرْتَقَى»: چىقىش قىيىن بولغان جاي.

«لَقَدْ إِرْتَقَيْتَ مُرْتَقًى صَعْبًا»: چىقىش قىيىن بولغان جايغا ئۆرلەپ چىقتىڭ.

مُرْتَكٌ: ئالىيومىن ئوكسىدى.

مُرْتَكِبٌ: گۇناھ ئۆتكۈزگۈچى، گۇناھكار، جىنايەتچى.

مُرْتَكَزٌ ج مُرْتَكَزَاتٌ: ئاساس.

مُرْتَكَزَاتُ النَّظَرِيَّةِ: نەزەرىيە ئاساسلىرى.

مُرْتَكِزٌ: تۇۋرۇك، تىرەك، يۆلەنچۈك.

مَرْتَكُمُ الطَّرِيقِ: تاشيول؛ يولنىڭ ئوتتۇرىسى.

أَنَا مُرْتَكِلٌ عَلَيْكَ: مەن ساڭا ئىشىنىمەن.

مُرْتَهِنٌ: گۆرۈگە ئالغۇچى.

مُرْتَهَنٌ: گۆرۈگە قويۇلغان نەرسە، رەنىگە قويۇلغان نەرسە.

مُرْتَوٍ: ئۇسسۇزلۇقى قانغان ئادەم.

مَرَثَ يَمْرُثُ مَرْثًا الصَّبِيُّ ثَدْيَ أُمِّهِ: بالا ئانىسىنىڭ ئەمچىكىنى شورىدى. ئەمدى.

مَرَثَ الشَّيْءَ: نەرسىنى يۇمشاتتى.

مَرَثَ الشَّيْءَ فِي الْمَاءِ: نەرسىنى سۇغا چىلىدى، نەملىدى.

مَرْثَاةٌ ج مَرَاثٍ: مەرسىيە، تەزىيەنامە.

مَرْثَدٌ ج مَرَاثِدُ: مەرد ئادەم، جەسۇر ئادەم، شىر.

مَرْثَمٌ وَمِرْثَمٌ ج مَرَاثِمُ: بورۇن.

مَرْثِيَةٌ ج مَرَاثٍ: مەرسىيە، تەزىيەنامە.

مَرِجَ يَمْرَجُ مَرَجًا: قالايمىقان بولدى، تەرتىپسىز بولدى، تەرتىپ بۇزۇلدى، پاراكەندە بولۇپ كەتتى، بىسەرەمجان بولدى.

مَرَجَ يَمْرُجُ مَرْجًا الدَّابَّةَ: مال باقتى، يايلاتتى، ئوتلاتتى.

﴿مَرَجَ الْبَحْرَيْنِ يَلْتَقِيَانِ﴾ ‹قۇرئان›: ئۇ ئىككى دېڭىزنى (بىرى تاتلىق، بىرى ئاچچىق) ئاققۇزدى، ئۇلار ئۇچرىشىدۇ.

مَرْجٌ ج مُرُوجٌ: ئوتلاق، يايلاق، قالايمىقانچىلىق.

هَرْجٌ وَمَرْجٌ: شاۋقۇن-سۈرەن، ۋاراڭ-چۇرۇڭ، غوۋغا، قالايمىقان، پىتنە-پاسات.

مَرَجٌ: قالايمىقان، قالايمىقانچىلىق، چىرىكلىك، پىتنە-پاسات، توپىلاڭ، ئەنسىزچىلىك.

بَعِيرٌ مَرَجٌ: ئەركىن ئوتلايدىغان تۆگە پادىسى.

مَرْجَاةٌ: ئۈمىد، ئارزۇ، تىلەك.

مِرْجَاسٌ: چوڭقۇرلۇق ئۆلچىگۈچ.

مِرْجَاسٌ مِضْغَطِيٌّ: هاۋا بېسىمىنى ئۆلچىگۈچ، باروگراف.

مَرْجَانٌ ج مَرْجَانَةٌ: مارجان، ئۈنچە - مارجان.

﴿يَخْرُجُ مِنْهُمَا اللُّؤْلُؤُ وَالْمَرْجَانُ﴾ ‹قۇرئان›: ئۇلاردىن مەرۋايىت بىلەن مارجان چىقىدۇ.

سَمَكٌ مَرْجَانٌ: ئالتۇنبېلىق.

مَرْجَانِيٌّ: مارجانلىق، مارجاننىڭ.

«عِقْدٌ مَرْجَانِيٌّ»: مارجان تىزىق.

الْمُرْجِئَةُ: ئىسلام دىنىدىكى بىر مەزھەپ.

مُرَجَّلٌ: ئەرلەرنىڭ سۈرىتى چۈشۈرۈلگەن توقۇلما.

ثَوْبٌ مُرَجَّلٌ: ئەرلەرنىڭ سۈرىتى بار كىيىم.

مَرْجَعٌ ج مَرَاجِعُ: پايدىلىنىدىغان كىتابلار، پايدىلىنىدىغان مەنبەلەر، پايدىلىنىدىغان ماتېرىياللار؛ يىغىلىش مەيدانى، قايتىدىغان جاي ياكى ئورۇن.

﴿إِلَى اللهِ مَرْجِعُكُمْ﴾ ‹قۇرئان›: سىلەر ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىسىلەر.

الْمَرْجَعُ الْأَخِيرُ: ئەڭ ئاخىرقى دەرىجە، ئەڭ ئاخىرقى باسقۇچ.

الْمَرَاجِعُ الرَّسْمِيَّةُ: هۆكۈمەت ئورگانلىرى.

مَرَاجِعُ الْإِخْتِصَاصِ: مەخسۇس ئورگان.

هَذَا الْبَابُ مِنَ التَّارِيخِ يَقَعُ مِنَ الْمَرَاجِعِ فِي صُورَةٍ مُوَزَّعَةٍ: بۇ بابقا ئائىت تارىخىي مەنبەلەر تارقاق.

مُرْجِفٌ: گەپ توشۇغۇچى، سۆخەنچى، پىتنە - ئىغۋا تارقاتقۇچى.

مِرْجَلٌ ج مَرَاجِلُ: قازان، پار قازىنى.

مِرْجَلٌ لِلصَّهْرِ: مارتېن پېچ.

مِرْجَلٌ كَهْرَبَائِيٌّ: توك ئوچاق.

غُرْفَةُ الْمِرْجَلِ: پار قازىنى ئۆيى.

مِرْجَمٌ: قاۋۇل، كۈچلۈك، ساغلام؛ ئېتىش قورالى.

مِرْجَمَةٌ ج مَرَاجِمُ: راكېتا.

«تَرَامَى الْجَيْشَانِ بِمَرَاجِمِ الصَّوَارِيخِ»: ئىككى قوشۇن بىر - بىرىگە راكېتا ئېتىشتى.

مَرْجُوحَةٌ ج مَرَاجِيحُ: ئەلەنگۈچ.

مَرْجُونَةٌ ج مَرَاجِينُ وَمَرْجُونَاتٌ: ئاغزى تار تېگى كەڭ سېۋەت.

هُمْ فِي مَرْجُونَةٍ: ئۇلار قالايمىقانچىلىق ئىچىدە نېمە قىلىشنى بىلەلمەيدۇ.

مَرْجُوٌّ: ئۈمىدلىك، ئارزۇلۇق، ئۈمىد قىلىنغان.

﴿قَدْ كُنتَ فِينَا مَرْجُوًّا قَبْلَ هَذَا﴾ ‹قۇرئان›: بۇنىڭدىن بۇرۇن سەن ئارىمىزدا ئۈمىد قىلىنغان كىشى ئىدىڭ.

الْمَرْجُوُّ أَنْ: ئۈمىد شۇكى.

مَرَحَ يَمْرَحُ مَرَحًا وَمَرَحَانًا الرَّجُلُ: خۇشال بولدى، ياقتۇردى، ياخشى كۆردى، قىزىقتى، شادلاندى، كۆرەڭلەپ كەتتى، شاد-خۇرام بولدى، ياىراپ كەتتى.

﴿وَبِمَا كُنتُمْ تَمْرَحُونَ﴾ «قۇرئان»: سىلەرنىڭ كۆرەڭلەپ كەتكەنلىكىڭلار ئۈچۈندۇر.

مَرَحَ الْمُهْرُ: تاي سەكرىدى، ئويناقشىدى.

«لَا تَمْرَحْ بِعِرْضِكَ»: ئابرۇيۇڭنى ساقلا.

مَرَحٌ: خۇشاللىق، شاد-خۇرام، خۇشال-خۇرام، شاد-خۇراملىق، چەكسىز خۇشاللىق.

فِي فَرَحٍ وَمَرَحٍ: زور قىزىقىش بىلەن، كۆتۈرەڭگۈ ۋە خۇشال كەيپىياتتا، شادلىق تەنتەنىسى بىلەن.

مَرَحُ الشَّبَابِ: ياشلىقنىڭ مەغرۇرلۇقى.

﴿وَلَا تَمْشِ فِي الْأَرْضِ مَرَحاً﴾ «قۇرئان»: سەن زېمىندا مەغرۇرانە يۈرمىگىن.

مَرِحٌ ج مَرْحَى وَمَرَاحَى: شاد-خۇرام، خۇشاللىق، شاد-خۇراملىق.

مِرْحَاضٌ ج مَرَاحِيضُ: ھاجەتخانا، تازىلىق ئۆيى، تەرەتخانا.

«وَجَدْنَا مَرَاحِيضَهُمْ قَدْ إِسْتُقْبِلَ بِهَا الْقِبْلَةُ» «ھەدىس»: ئۇلارنىڭ ھاجەتخانىلىرىنىڭ قىبلە تەرەپكە قارىتىلغانلىقىنى بايقىدۇق.

مَرْحَبَ يُمَرْحِبُ مَرْحَبَةً الرَّجُلَ وَبِهِ: قارشى ئالدى، كۈتۈۋالدى، ئالقىشلىدى.

مَرْحَبًا: خۇش كەپسىز! قارشى ئالىمىز!.

أَهْلًا وَمَرْحَبًا: خۇش كەپسىز! قارشى ئالىمىز!

مَرْحَبًا بِكَ: خۇش كېلىپسىز، قارشى ئالىمىز!

لَا مَرْحَبًا بِكَ: سىزنى قارشى ئالمايمىز.

﴿هَذَا فَوْجٌ مُّقْتَحِمٌ مَّعَكُمْ لَا مَرْحَباً بِهِمْ إِنَّهُمْ صَالُوا النَّارِ﴾ «قۇرئان»: بۇ جامائە سىلەر بىلەن بىرگە كىرگۈچىدۇر، ئۇلار قارشى ئېلىنمايدۇ، ئۇلار چوقۇم ئازابنى تېتىغۇچىدۇر.

مَرْحَبَةٌ: كەڭ جاي، كەڭ زېمىن.

مَرْحَلَةٌ ج مَرَاحِلُ: يولۇچى بىر كۈن ئەتراپىدا باسىدىغان مۇساپە، باسقۇچ، مەنزىل، ئۆتەڭ، بېكەت، نۇقتا ئېغىزى.

مَرْحَلَةُ الْإِنْتِقَالِ: ئۆتكۈنچى دەۋر.

مَرْحَلَةُ الدَّوْرَةِ: دەۋرىيلىك.

الْمَرْحَلَةُ الْإِبْتِدَائِيَّةُ: باشلانغۇچ مەكتەپ باسقۇچى.

الْمَرْحَلَةُ الْإِعْدَادِيَّةُ: تولۇقسىز ئوتتۇرا مەكتەپ باسقۇچى.

الْمَرْحَلَةُ الثَّانَوِيَّةُ: تولۇق ئوتتۇرا مەكتەپ باسقۇچى.

الْمَرْحَلَةُ الْجَامِعِيَّةُ: ئۇنىۋېرسىتېت باسقۇچى.

«مَرْحَلَةٌ أُولَى مِنَ الْمَشْرُوعِ»: پىلاننىڭ بىرىنچى باسقۇچى.

دُونَهُ مَرَاحِلُ: ئۇنىڭدىن كۆپ ئاز.

«بَيْنَنَا وَبَيْنَ مَكَّةَ ثَلَاثُ مَرَاحِلَ»: بىز بىلەن مەككىنىڭ ئارىسىدا ئۈچ كۈنلۈك يول بار.

مَازَالَ بَيْنَكَ وَبَيْنَ الْإِتْقَانِ مَرَاحِلُ وَمَرَاحِلُ: سېنىڭ بۇنى پۇختا ئۆگىنىشىڭ تېخى يىراق.

فِي مَرَاحِلِ حَيَاتِهِ الْأُولَى: ھاياتىنىڭ دەسلەپكى يىللىرى.

فُلَانٌ يَزِيدُ عَنْكَ بِمَرَاحِلَ: پالانى سېنىڭدىن كۆپ ئۈستۈن.

أَحْسَنُ مِنْهُ بِمَرَاحِلَ: ئۇنىڭدىن كۆپ ياخشى.

مَرْحَمَةٌ ج مَرَاحِمُ: مەرھەمەت، رەھمەت، ئېچ ئاغرىش، مېھىر - شەپقەت، مېھرىبانلىق.

مَرْحَمَةُ اللهِ: ئاللاھنىڭ رەھمىتى، ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى، ئاللاھنىڭ مېھىر - شەپقىتى.

بِسَاطُ الْمَرْحَمَةِ: كېيەنلىك، ئاخىرەتلىك.

عَدَمُ الْمَرْحَمَةِ: شەپقەت قىلماسلىق، رەھىم قىلماسلىق، تاش يۈرەكلىك، شەپقەتسىزلىك.

عَدِيمُ الْمَرْحَمَةِ: شەپقەتسىز، رەھىمسىز، تاش

يۈرەك، باغرى قاتتىق.

عَرْشُ الْمَرْحَمَةِ: ئاللاھنىڭ ئەرشى، جەننەت.

بِلَا مَرْحَمَةٍ: رەھىمسىز.

مَرْحُومٌ: مەرھۇم، رەھمەتلىك، ۋاپات بولغۇچى.

مَرْحَى: ياخشى! ياخشى بولدى! بەك ياخشى بولدى، ناھايىتى ياخشى بولدى! ناھايىتى ئوبدان بولدى! ياخشى قىلدىڭىز! توغرا قىلدىڭىز! ئاپىرىن.

مَرَخَ يَمْرَخُ مَرْخًا جَسَدَهُ بِالدُّهْنِ: بەدەنگە ماي سۈركىدى، ياغلىدى، مايلىدى.

مَرِخٌ: تولا مايلايدىغان ئادەم؛ دەلدۈش، گۇمۇش؛ يۇمشاق.

مَرَخٌ مِنَ الشَّجَرِ: دەرەخنىڭ نوتىسى.

مُرَخْرَخٌ: بوش، يۇمشاق.

مَرَدَ يَمْرُدُ مُرُودًا وَمَرُدَ يَمْرُدُ مَرَادَةً وَمُرُودَةً: خائىنلىق قىلدى، ئاسىيلىق قىلدى، يۈز ئۆرۈدى، توپىلاڭ كۆتۈردى، قوزغىلاڭ كۆتۈردى، پالۋان بولدى، بەستلىك بولدى.

مَرَدَ الشَّيْءَ: يۇمشاتتى، سىلىقلاتتى، پارقىراتتى.

مَرَدَ الشَّخْصَ: ئابرۇيىنى تۆكتى.

مَرَدَ الصَّبِيَّ ثَدْيَ أُمِّهِ: بالا ئانىسىنىڭ ئەمچىكىنى ئەمدى.

مَرَدَ الْمَلَّاحُ السَّفِينَةَ: كېمىچى كېمىنى پالاق بىلەن ماڭغۇزدى.

﴿وَمِنْ أَهْلِ الْمَدِينَةِ مَرَدُوا عَلَى النِّفَاقِ﴾ «قرآن»: مەدىنە ئاھالىسىدىنمۇ مۇناپىقلىقتا چىڭ تۇرغانلار بار.

مَرَدَ عَلَى الشَّيْءِ: ئادەتلەندى، كۆندى.

مَرِدَ يَمْرَدُ مَرَدًا وَمُرُودَةً الْغُلَامُ: يىگىتنىڭ بۇرۇتى خەت تارتتى.

مَرِدَ الْغُصْنُ: نوتا يوپۇرماق چىقاردى.

مَرْدَاءُ ج مَرَادٍ: غازاڭلىرى (يوپۇرماقلىرى) چۈشۈپ كەتكەن دەرەخ، قاقشال دەرەخ، قاقاس يەر.

مِرْدَاسٌ: قوزۇق قېقىش ماشىنىسى.

مِرْدَامٌ: كېرەكسىز نەرسە، ئىشقا يارىماس ئادەم، تاشلاندۇق، كېرەكسىز.

مَرَدٌّ: قايتىدىغان جاي، ئەسلىگە كېلىش ئورنى، سەۋەب.

«مَرَدّ هَذَا الْمَرَضِ إِلَى إِهْمَالِكَ فِي الْغِذَاءِ»: يېمەك - ئىچمەككە پەرۋاسىز قارىغانلىقىڭ بۇ كېسەلنى كەلتۈرۈپ چىقارغان.

مُرَدِّدٌ ج مُرَدِّدُونَ: تەكرارلىغۇچى.

مِرْدَسٌ: قوزۇق قېقىش ماشىنىسى.

مُرْدِفٌ ج مُرْدِفُونَ: ئىلگىرىلىگۈچى.

﴿أَنِّي مُمِدُّكُم بِأَلْفٍ مِّنَ الْمَلَائِكَةِ مُرْدِفِينَ﴾ «قرآن»: سىلەرگە ئارقىمۇئارقا (چۈشىدىغان) مىڭ پەرىشتە بىلەن ياردەم بېرىمەن.

مِرْدَنٌ ج مَرَادِنُ: يىپ، ئۇرچۇق، موكا.

مِرْدَنٌ وَعِرْنَاسٌ: يىپ ۋە تۇرمۇزە.

مَرْدُودٌ: رەت قىلغان، رەت قىلىشقا بولىدىغان.

مَرْدُودَةٌ ج مَرْدُودَاتٌ: رەت قىلىنغان، قايتۇرۇلغان، تالاق قىلىنغان، قويۇۋېتىلگەن.

مُرْدِيّ الْمَرَاكِبِيِّ ج مَرَادِيٌّ: كېمە ھەيدەش پالىقى.

مُرْدِيّ السِّمَاكِ: بېلىق تۇتىدىغان قاماق.

مِرْذَاذٌ ج مَرَاذِيذُ: سۇ يۇركۇگۇچ.

مَرَّ يَمُرُّ مَرًّا وَمُرُورًا وَمَمَرًّا: ئۆتتى، ئۆتۈپ كەتتى.

مَرَّ بِهِ وَعَلَيْهِ: ئۆتتى، ئۆتۈپ كەتتى، كېسىپ ئۆتتى.

«مَرَّ أَمَامَهُ»: ئۇنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈپ كەتتى.

«مَرَّ مَرَّ الْبَرْقِ»: چاقماقتەك ئۆتۈپ كەتتى، چاقماق تېزلىكىدە ئۆتۈپ كەتتى.

«مَرَّ بِمَرَاحِلَ مُتَعَدِّدَةٍ»: تۈرلۈك باسقۇچلاردىن ئۆتتى.

مَرَّ الْأَمْرُ وَغَيْرُهُ: ئىش ئۆتۈپ كەتتى.

«مَرَّ ذِكْرُهُ»: تىلغا ئېلىندى.

﴿حَمَلَتْ حَمْلاً خَفِيفاً فَمَرَّتْ بِهِ﴾ «قرآن»: (ئـادەم ئاتىنىڭ) خوتۇنى يېنىككىنە قورساق كۆتۈرۈپ ئېغىر بوي يۈردى.

أَمُرّ بِكُمْ بِالْحَوَادِثِ: مەن سىلەرگە يۈز بەرگەن ئىشلارنى سۆزلەپ بېرەي.

مَرَّ يَمُرّ مَرَارَةً: ئاچچىق بولدى، ئاچچىق بولۇپ قالدى.

مَرٌّ ج مُرُوْرٌ: ئارغامچا، ئارقان، زەنجىر، گۈرجەك، تۆمۈر گۈرجەك، ئوتىغۇچ، كەپكۈر، ئۆتمەك، ئۆتۈپ كەتمەك.

﴿وَهِيَ تَمُرُّ مَرَّ السَّحَابِ﴾ «قرآن»: ھالبۇكى ئۇلار بۇلۇتتەك چۆرگىلەپ يۈرىدۇ.

عَلَى مَرِّ الْأَيَّامِ عَلَى مَرِّ الزَّمَانِ: تەدرىجىي، ئاستا ـ ئاستا، كۈنلەرنىڭ ئۆتۈشى بىلەن، كۈنلەرنىڭ ئۆتۈشىگە ئەگىشىپ، ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن، دەۋرگە ئەگىشىپ.

مُرٌّ: جاپالىق، ئاچچىق.

قُلِ الْحَقَّ وَإِنْ كَانَ مُرًّا: ئاچچىق بولسىمۇ ھەقنى سۆزلە.

مُرّ الصَّحَارِى: ئاچچىق كاۋا.

«دَوَاءٌ مُرٌّ»: ئاچچىق دورا.

«ذَاقَ الْمُرَّ»: ئازابلاندى، جاپا چەكتى.

مَرَّادٌ ج مَوَارِيْدُ: بويۇن.

مُرَّادٌ: گىگانت ئادەم.

مُرَّارٌ: ئوغرىتىكەن، تۆمۈرتىكەن.

مَرَّةٌ ج مَرٌّ وَمِرَارٌ وَمِرَرٌ وَمُرُوْرٌ وَمَرَّاتٌ: قېتىم، نۆۋەت، مەررە.

مَرَّةً ذَاتَ مَرَّةٍ: ئارقىمۇئارقا.

«لِأَوَّلِ مَرَّةٍ»: تۇنجى قېتىم، بىرىنچى قېتىم.

غَيْرَ مَرَّةٍ: بىر قېتىملا ئەمەس، كۆپ قېتىم، بىرقانچە قېتىم، تەكرار، قايتا ـ قايتا.

«مَرَّةً أُخْرَى»: يەنە بىر قېتىم، باشقىدىن، قايتىدىن.

كَمْ مَرَّةً:نەچچە قېتىم؟ قانچە قېتىم؟

مَرَّةً بَعْدَ مَرَّةٍ:قايتا ـ قايتا، كۆپ مەرتىۋە ، كۆپ قېتىم، تەكرار ـتەكرار، ئارقىمۇئارقا.

«لَقِيَهُ مَرَّةً»: ئۇنىڭ بىلەن بىر قېتىم ئۇچراشتى.

«الْمَرَّةُ تِلْوَ الْمَرَّةِ»: ئارقىمۇئارقا، كەينى ـ كەينىدىن.

مَرَّتَانِ: ئىككى قېتىم، ئىككى نۆۋەت.

اللَّيْلُ وَالنَّهَارُ يَتَسَاوَيَانِ فِي كُلِّ سَنَةٍ مَرَّتَيْنِ: كېچە بىلەن كۈندۈز ھەر يىلى ئىككى قېتىم تەڭلىشىدۇ.

أَبُو مُرَّةَ: شەيتاننىڭ لەقىمى.

مِرَّةٌ ج مِرَارٌ وَأَمْرَارٌ: كۈچ، قۇۋۋەت، قابىلىيەت، ئەقىل ـ پاراسەت.

﴿عَلَّمَهُ شَدِيدُ الْقُوَى ذُو مِرَّةٍ فَاسْتَوَى﴾ «قرآن»: ۋەھيىنى ئۇنىڭغا كۈچلۈك پەرىشتە (جىبرىئىل) تەلىم بەردى، ئۇنىڭ كۆرۈنۈشى چىرايلىق بولۇپ يۇقىرى ئۇپۇقتا (ئۆز شەكلىدە) تۇردى.

مِرَّةٌ ج مِرَرٌ جج أَمْرَارٌ: ئۆت، ئۆت سۇيۇقلۇقى.

مَرَّجَ يُمَرِّجُ تَمْرِيْجًا: ئانارخىزم قىلدى، قولىدا لەززەتلەندى.

مَرَّخَ يُمَرِّخُ تَمْرِيْخًا: يۇمشاتتى، سۇيۇلدۇردى.

مَرَّخَ الْعَجِيْنَ: خېمىرنى ياندۇردى.

مَرَّدَ يُمَرِّدُ تَمْرِيْدًا الْغُصْنَ: شاخنى چاتىدى، يۇتىدى.

مَرَّدَ الْبِنَاءَ: بىنانى سىلىقلىدى.

مَرَّرَ يُمَرِّرُ تَمْرِيْرًا الشَّيْءَ: نەرسىنى يەرگە يايدى، ئاچچىق قىلىۋەتتى، نەرسىنى ئۆتكۈزۈۋەتتى.

مَرَّرَ الْبِسَاطَ: بىساتنى يايدى.

«مَرَّرَ الدَّوَاءُ الشَّرَابَ»: دورا شارابنى ئاچچىق قىلىۋەتتى.

مَرَّضَ يُمَرِّضُ تَمْرِيْضًا: ئاغرىتىپ قويدى، كېسەل

قىلىپ قويدى.

«مَرَّضَ هَذَا الطَّعَامُ الصَّبِيَّ»: بۇ يېمەكلىك بالىنى ئاغرىتىپ قويدى.

«مَرَّضَتِ الْمُمَرِّضَةُ جَدَّتِي بِكُلِّ عِنَايَةٍ»: سېستىرا مومامنى كۆڭۈل قويۇپ كۈتتى.

مَرَّطَ يُمَرِّطُ تَمْرِيطًا الشَّعْرَ: موينى يۇلدى.

مَرَّغَ يُمَرِّغُ تَمْرِيغًا وَتِمْرَاغًا الشَّيْءَ فِي التُّرَابِ: نەرسىنى تۇپىدا دومىلاتتى، دومىلاتتى، چاڭ ـ توزانغا كۆمۈۋەتتى؛ ئۇياق ـ بۇياققا ئۆرۈدى.

مَرَّغَ رَأْسَهُ: بېشىنى مايلىدى، چېچىنى مايلىدى.

مَرَّغَ عِرْضَهُ: نامىنى بۇلغىدى، شەنىگە داغ تەگكۈزدى.

مَرَّنَ يُمَرِّنُ تَمْرِينًا عَلَى الْأَمْرِ: مەشىق قىلدۇردى، ئۇنى ئىشقا كۆندۈردى، چېنىقتۇردى.

مَرَّنَ الشَّيْءَ: نەرسىنى يۇمشاتتى، ئەۋرىشىم قىلدى.

مَرَّنَ الصَّائِغُ الْحَدِيدَ: هۈنەرۋەن تۆمۈرنى تاۋلىدى.

مَرَّنَ الْفَرِيقَ عَلَى السِّبَاحَةِ: سۇ ئۈزۈشنى مەشىق قىلدۇردى.

مِرِّيحٌ ج مِرِّيحُونَ: شاد ـ خۇرام، خۇشاللىق، شاد ـ خۇراملىق.

مِرِّيخٌ. الْمِرِّيخُ: مارس.

مُرِيرٌ: ئوغرىتىكەن، تۆمۈرتىكەن.

مُرَيَّاتٌ: ئاچچىق دورىلار.

مِزْرَابٌ ج مَزَارِيبُ: تۇرۇبا، نو.

مَرْزُبَانٌ ج مَرَازِبَةٌ: قەھرىمان، باتۇر، چەۋەنداز، رەئىس، باشلىق، يولۋاس.

مِرْزَبَّةٌ: هاسا تاياق، تۆمۈر توقماق.

مِرْزَبَةٌ ج مَرَازِبُ وَمَرَازِبَةٌ: هاسا، تاياق.

مُرْزَأٌ ج مُرْزَأُونَ: مەرد، سېخىي.

أُمّ مِرْزَمٍ: شىمال شامىلى.

مَرْزُوقٌ: بەختلىك، تەلەيلىك، ئامەتلىك.

مَرَسَ يَمْرُسُ مَرْسًا الدَّوَاءَ: دورىنى چىلىدى، دەملىدى، چىلاپ يۇمشاتتى، ئىرىتتى.

«مَرَسَ الْخُبْزَ»: ناننى چىلىدى.

«مَرَسَ حَبَّةَ الدَّوَاءِ»: تابلىتكا دورىنى يۇمشاتتى.

مَرِسَ يَمْرَسُ مَرَسًا ـ الشَّخْصُ: قاتتىق قول بولدى.

مَرِسَتْ حِبَالُهُ: ئىشى مۇرەككەپلىشىپ كەتتى.

مَرِسٌ ج أَمْرَاسٌ: چېنىققان، ئىش كۆرگەن، ئىش بىلىدىغان، تەجرىبىلىك، تەدبىرلىك.

مِرْسَاةٌ ج مَرَاسٍ: لەڭگەر.

مَرَسَةٌ ج مَرَسٌ وَأَمْرَاسٌ: توم ئارغامچا، توم ئارقان.

مُرْسْتَقٌ: مول، كەڭرى، باياشات، مۇنبەت.

مُرْسِلٌ ج مُرَاسِلٌ: خەت ئەۋەتكۈچى، خەۋەرچى.

جِهَازٌ مُرْسِلٌ: تارقىتىش ئاپپاراتى، رادىئو پېرېداتچىك، رادىئو تارقاتقۇچى، تېلېگراف ئاپپاراتى.

مُرْسَلٌ: پەيغەمبەر، ئەۋەتىلگۈچى.

﴿أَتَعْلَمُونَ أَنَّ صَالِحاً مُرْسَلٌ مِّن رَّبِّهِ﴾ «قۇرئان»: سىلەر سالىھنى ئۇنىڭ پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر دەپ بىلەمسىلەر؟!

مُرْسَلٌ إِلَيْهِ: تاپشۇرۇپ ئالغۇچى.

شِعْرٌ مُرْسَلٌ: چاچما شېئىر.

«يَشِيعُ الشِّعْرُ الْمُرْسَلُ بَيْنَ شُعَرَاءِ الْعَرَبِيَّةِ الْمُحْدَثِينَ»: ئەرەب يېڭى زامان شائىرلىرى ئارىسىدا چاچما شېئىر بىرقەدەر ئەۋج ئالغان.

نَثْرٌ مُرْسَلٌ: سەجئى قاپىيەلەردىن خالىي پروزا، ئەركىن نەسر.

مُرْسَلَةٌ ج مُرْسَلَاتٌ: شامال، پەرىشتە، ئات، قۇرئاندىكى بىر سۈرە.

﴿وَالْمُرْسَلَاتِ عُرْفاً فَالْعَاصِفَاتِ عَصْفاً﴾ «قۇرئان»: ئارقىمۇئارقا چىققۇچى (لەرزان) شاماللار بىلەن قەسەمكى، قاتتىق چىققۇچى بورانلار بىلەن قەسەمكى.

مَرْسَمٌ ج مَرَاسِمُ: رەسىمخانا، رەسىم ئۆيى، رەسىم

سىزىش ئۆيى.
«إِمْتَلأَ الْمَرْسَمُ بِعَشَرَاتِ اللَّوْحَاتِ الْفَنِّيَّةِ الرَّائِعَةِ»:
رەسىم سىزىش ئۆيى ئونلىغان گۈزەل سەنئەت
ئەسەرلىرى بىلەن تولۇپ كەتتى.
مَرْسَمُ السِّينَمَا: كىنو شىركىتى، كىنوغا ئېلىش
مەيدانى.
مَرْسَنٌ ج مَرَاسِنُ: بۇرۇن، خارتوم، تۇمشۇق،
(ھايۋانلارنىڭ).
عَلَى رَغْمِ مَرْسَنِهِ: قارىماي، گەرچە، ئۇ بولسىمۇ.
مَرْسُومٌ: مۇراسىم، قائىدە ـ يوسۇن.
مُدِيرُ إِدَارَةِ الْمَرْسُومِ بِوَزَارَةِ الْخَارِجِيَّةِ: تاشقى ئىشلار
مىنىستىرلىقى ياكى قائىدە ـ يوسۇن
مەھكىمىسىنىڭ باشلىقى.
مَرْسُومٌ ج مَرَاسِيمُ: سىزىلغان، پىلانلانغان،
بەلگىلەنگەن، كۆرسىتىلگەن، يولىيورۇق
بېرىلگەن، بۇيرۇلغان.
مَرْسُومٌ بِقَانُونٍ: ئەمر-پەرمان، پەرمان.
مَرْسُومٌ أَمِيرِيٌّ: پادىشاھنىڭ ئەمر-پەرمانى.
مَرْسُومٌ مَلَكِيٌّ: پادىشاھنىڭ ئەمر-پەرمانى.
مَرَاسِمُ الْجِنَازَةِ: دەپنە مۇراسىمى.
مَرَاسِمُ الدَّفْنِ: دەپنە مۇراسىمى.
«مَرَاسِمُ الْإِفْتِتَاحِ»: ئېچىلىش مۇراسىمى.
مَرْسَى السُّفُنِ ج مَرَاسٍ: كېمە توختايدىغان جاي،
پرىستان، پورت.
«وَصَلَتِ السَّفِينَةُ إِلَى الْمَرْسَى قَبْلَ وَقْتِهَا بِنِصْفِ
سَاعَةٍ»: كېمە پورتقا ۋاقتىدىن يېرىم سائەت
بۇرۇن باردى.
الْمُرْسَى: توختايدىغان جاي، ئاخىرقى توچكا.
﴿يَسْأَلُونَكَ عَنِ السَّاعَةِ أَيَّانَ مُرْسَاهَا﴾ «قرآن»: (ئى
مۇھەممەد) ئۇلار سەندىن قىيامەتنىڭ قاچان
بولىدىغانلىقىنى سورايدۇ.
مَرْسِينٌ: مىرتاس(خۇشبۇي ئاق گۈللۈك، دائىم
يېشىل تۇرىدىغان يېشىل ئۆسۈملۈك).
مَرَشَ يَمْرُشُ مَرْشًا وَجْهَهُ: يۈزىنى(تىرنىلاپ) يارا
قىلدى، تاتىلىدى.
مَرْشَةٌ: چىشلەپ جاراھەتلەندۈردى، چىشلىۋالدى.
مَرَشَ الْمَاءُ: سۇ ئاقتى.
مِرْشَحٌ م مِرْشَحَةٌ ج مَرَاشِحُ: تەرلىك.
مُرْشِدٌ ج مُرْشِدُونَ: يېتەكچى، رەھبەر، مۇئەللىم،
ئۇستاز، ۋەز ـ نەسىھەت قىلغۇچى.
«مُرْشِدٌ طُلَّابِيٌّ»: ئوقۇغۇچىلار يېتەكچىسى.
مُرْشِدٌ إِجْتِمَائِيٌّ: ئىجتىمائىي ئالاقە يېتەكچىسى.
مُرْشِدٌ سِيَاحِيٌّ: يولباشلىغۇچى، ساياھەت
يېتەكچىسى.
«لَكَ فِي التَّعَلُّمِ وَ الدِّرَاسَةِ ذَاكَ أَحْسَنُ مُرْشِدٍ»: ئۇ
سېنىڭ ئۆگىنىشىڭ ۋە دەرس مۇزاكىرە
قىلىشىڭغا ياخشى يېتەكچى بولالايدۇ.
«يَحْتَاجُ الشَّبَابُ إِلَى مُرْشِدِينَ يُخْلِصُونَ لَهُمُ النُّصْحَ»:
ياشلار سادىقلىق بىلەن نەسىھەت قىلىدىغان
يېتەكچىلەرگە موھتاج.
مِرَشَّةٌ ج مِرَاشٌ: سۇ چېچىش ئەسۋابى.
مُرَشِّحُ الْمَاءِ ج مُرَشِّحَاتٌ: سۇ سۈزگۈچ، سۇ
تازىلىغۇچ.
«وَضَعَ الْمَاءَ فِي الْمُرَشِّحِ لِيَتَخَلَّصَ مِمَّا بِهِ مِنْ شَوَائِبَ»:
سۇدىكى لاي، دۇغ قاتارلىقلارنى تازىلاش
ئۈچۈن سۇنى سۈزگۈچكە قۇيدى.
مُرَشَّحٌ ج مُرَشَّحُونَ: نامزات قىلىپ كۆرسىتىلگۈچى،
نامزات.
مُرَشَّحٌ لِمَنْصِبٍ: نامزات.
مُرَشَّحٌ لِمَجْلِسِ النُّوَّابِ: پارلامېنت نامزاتى.
مِرْصَادٌ ج مَرَاصِيدُ: كۆزىتىش ئورنى، رەسەتخانا.
﴿إِنَّ رَبَّكَ لَبِالْمِرْصَادِ﴾ «قرآن»:
پەرۋەردىگارىڭ(بەندىلەرنى) ئەلۋەتتە
كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر.

مِرْصَافَةٌ: كالتەك ـ توقماق.

مَرْصَدٌ ج مَرَاصِدُ: رەسەتخانا، كۆزىتىش ئورنى.

﴿فَخُذُوهُمْ وَاحْصُرُوهُمْ وَاقْعُدُوا لَهُمْ كُلَّ مَرْصَدٍ﴾ «قرآن»: ئەسىرگە ئېلىڭلار، قورشاڭلار، ئۇلارنىڭ ئۆتىدىغان يوللىرىنى كۆزىتىپ تۇرۇڭلار.

الْمَرْصَدُ الطَّائِرُ: ئۇچار رەسەتخانا.

مِلْكٌ مُرْصَدٌ: كۆچمەس مۈلۈك.

مِرْصَدَةٌ: دۇربۇن.

مُرَصَّعٌ ج مَرَاصِعُ: مېداليون.

مُرَصَّعٌ بِكَذَا: بېزەلگەن.

مَرْصُوصٌ: پۇختا، مۇستەھكەم، پىششىق.

مَرْصُوفٌ: يېيىلغان، ياتقۇزۇلغان، قۇراشتۇرۇلغان.

أَرْضُ الْحَمَّامِ مَرْصُوفَةٌ بِالْبَلَاطِ الْمُلَوَّنِ: مۇنچىغا رەڭلىك كاھىش ياتقۇزۇلغان.

مَرِضَ يَمْرَضُ مَرَضًا وَمَرْضًا: ئاغرىپ قالدى، كېسەل بولدى.

مَرَضٌ ج أَمْرَاضٌ: ئاغرىق، كېسەل، كېسەللىك.

مَرَضٌ بَسِيطٌ: ئادەتتىكى ئاغرىق.

«مَرَضٌ مُسْتَوْطِنٌ»: يەرلىك كېسەل.

«مَرَضٌ مُعْدٍ»: يۇقۇملۇق كېسەللىك، يۇقۇملۇق كېسەل.

مَرَضٌ وَبَائِيٌّ: تارقىلىشچان كېسەللىك، چۇما، يۇقۇملۇق كېسەللىك، تائۇن، ۋابا.

مَرَضُ الرَّقْصِ: ئۇسسۇل كېسىلى(نېرۋا سەۋەبىدىن پۇت ـ قوللار ياكى يۈز مۇسكۇللىرى تىترەپ ھەرىكەتلىنىپ تۇرىدىغان كېسەل).

فِرَاشُ الْمَرَضِ: كېسەل كارىۋىتى، كېسەل كۆرپىسى.

«مَرَضٌ بَاطِنِيٌّ»: ئىچكى كېسەللىك، ئىچكى كېسەل.

مَرَضٌ جِلْدِيٌّ: تېرە كېسەللىك، تېرە كېسەل.

مَرَضٌ زُهَرِيٌّ: تاناسىل كېسەللىكى، جىنسىي كېسەللىك، سىفلىس.

مَرَضٌ صَدْرِيٌّ: كۆكرەك ئاغرىقى.

مَرَضٌ عَصَبِيٌّ: نېرۋا كېسەللىك، نېرۋا كېسەل.

مَرَضٌ عَقْلِيٌّ: روھىي كېسەللىك.

مَرَضٌ مُزْمِنٌ: تۇتقاقلىق كېسەللىك، تۇتقاقلىق كېسەل.

مَرَضٌ نَفْسِيٌّ / نَفْسَانِيٌّ: روھىي كېسەللىك، روھىي كېسەل.

أَمْرَاضٌ سِرِّيَّةٌ: جىنسىي كېسەللىك، تاناسىل كېسەللىكى.

عِلْمُ الْأَمْرَاضِ: پاتولوگىيە (كېسەللىكنىڭ پەيدا بولۇش ۋە راۋاجلىنىش جەريانى ھەم قانۇنىيىتىنى تەتقىق قىلىدىغان پەن).

اَلْبَعُوضُ تَنْقُلُ أَمْرَاضًا مُعْدِيَةً: پاشا يۇقۇملۇق كېسەللەرنى تارقىتىدۇ.

أَمْرَاضٌ عَامَّةٌ: ئادەتتە كۆپ كۆرۈلىدىغان كېسەللەر.

مَرِضٌ ج مِرَاضٌ: كېسەل، كېسەلچان، ئاغرىق، بىمار.

مَرْضَاةٌ: رازى بولماق، مەمنۇن بولماق، قانائەت قىلماق، خۇشال بولماق.

«لِكُلِّ مَرْءٍ مُرَادٌ يَبْتَغِي دَأَبًا وَإِنَّ أَشْهَى مُرَادِي مِنْكَ مَرْضَاةٌ»: ھەرقانداق ئىنساننىڭ يېتىشكە ئىنتىلىدىغان ئارزۇ ـ ئارمانلىرى بولىدۇ، مېنىڭ ئەڭ يۈكسەك ئارمانىم ئۆزلىرىنى رازى قىلىش.

مَرْضَاةً لَهُ: ئۇنى رازى قىلىش ئۈچۈن، ئۇنى خۇشال قىلىش ئۈچۈن.

«يَسْعَى إِلَى مَرْضَاةِ رَبِّهِ»: پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش ئۈچۈن تىرىشماقتا.

مِرْضَخٌ: سۇندۇرغۇچ، چاققۇچ (بادام، ياڭاق قاتارلىقلارنى).

مُرِضَّةٌ. مَرِضَّةٌ: ئۇرۇقىدىن ئاجرىتىلىپ سۈتكە

چىلانغان خورما.

مُرْضِعٌ ج مَرَاضِعُ: ئىنىكئانا.

مُرْضِعَةٌ ج مَرَاضِعُ وَمُرْضِعَاتٌ: سۈت ئانىسى، ئىنىكئانا.

﴿وَحَرَّمْنَا عَلَيْهِ الْمَرَاضِعَ مِن قَبْلُ﴾ ‹قۇرئان›: (ئۆز ئانىسى كېلىشتىن) ئىلگىرى، مۇسانى سۈت ئەمگۈزگۈچى ئاياللارنىڭ ئېمىتىشىدىن توسۇدۇق.

مِرْضَعَةٌ ج مَرَاضِعُ: سوسكا، ئېمىزگۈ.

مَرْضُوضٌ: ئۇرۇپ يارىلانغان، جاراھەتلەنگەن، چېقىلغان، پاچاقلانغان.

قَصَبَةٌ مَرْضُوْضَةٌ: سوقۇلغان قومۇش.

مَرْضُوْفٌ: قاقلاپ پىشۇرۇلغان گۆش، كاۋاپ.

مُرْضٍ: رازى قىلغۇچى، رازى قىلارلىق خۇشاللاندۇرغۇچى.

لَا يُمْكِنُ أَنْ تَجِدَ عَمَلًا مُرْضِيًا مِثْلَ هَذَا الْعَمَلِ: مۇنداق كۆڭۈلدىكىدەك خىزمەت تېپىش مۇمكىن ئەمەس.

مَرْضِيٌّ: قانائەتلىنەرلىك (كىشى) رازى قىلىدىغان.

مَرَضِيٌّ: كېسەللىك، كېسەللىك ھالەت، كېسەلگە ئائىت، كېسەلنىڭ.

إِجَازَةٌ مَرَضِيَّةٌ: كېسەللىك رۇخستى.

حَالَةٌ مَرَضِيَّةٌ: كېسەللىك ئەھۋالى.

بِحَالَةٍ مُرْضِيَةٍ: رازى بولغان ھالدا.

نَتِيجَةٌ مُرْضِيَةٌ: قانائەتلەندۈرەرلىك نەتىجە.

نَالَ مَرْضِيَةً مِنْ: ...نىڭ رازىلىقىغا ئېرىشتى.

مَرَطَ يَمْرُطُ مَرْطًا الشَّعْرَ: موينى يۇلدى، سۇغۇردى، تارتتى، چىقاردى.

مِرْطٌ ج مُرُوْطٌ: يۇڭدىن توقۇلغان بىر خىل كىيىم. قىسقا يەڭ يەكتەك.

مُرْطِبٌ: ئۆسۈملۈك (ئوت-چۆپ).

مُرَطِّبٌ: كىشىنى ئارام تاپقۇزىدىغان.

مُرَطِّبُ الْإِلْتِهَابِ: ئاغرىق تۇختىتىش دورىسى، ياللۇغ قايتۇرۇش دورىسى.

مُرَطِّبَاتٌ: لىمون، مېۋە سۈيى قاتارلىق ئىسسىرتسىز ئىچىملىكلەر.

«سَتُقَدَّمُ الْمُرَطِّبَاتُ بَعْدَ الْمُحَاضَرَةِ»: لېكسىيىدىن كېيىن، ئۇسسۇلۇقلار بېرىلىدۇ.

مَرْطَمٌ: تۇغان، توسما، دامبا.

مَرَغَ يَمْرَغُ مَرْغًا رَأْسَهُ بِالدِّهْنِ: بېشىنى مايلىدى.

مَرَغَ شَعْرَهُ: بېشىنى تارىدى.

مَرِعَ يَمْرَعُ مَرَعًا وَمَرُعَ يَمْرُعُ مَرَاعَةً الْمَكَانُ: جاي مۇنبەت بولدى، ئۈنۈملۈك بولدى، ھوسۇللۇق بولدى، ئوت-چۆپلىرى مول بولدى.

مَرْعٌ ج أَمْرُعٌ وَأَمْرَاعٌ: كۆك، ئوت-چۆپ.

مَرِعٌ: مۇنبەت، ئۈنۈملۈك.

مُرْعِبٌ: قورقۇتقۇچى، تەھدىت سالغۇچى، ھەيۋە قىلغۇچى، ھېيلىگەر.

مُرْعَةٌ: ياغ، ماي.

مَرْعُوْفٌ: بۇرنىدىن قان ئېقىۋاتقان ئادەم.

مَرْعًى ج مَرَاعٍ: يايلاق، ئوتلاق.

﴿وَالَّذِي أَخْرَجَ الْمَرْعَى﴾ ‹قۇرئان›: ئۇ ئوت-چۆپلەرنى ئۆستۈرۈپ بەردى.

مَرْعِيٌّ: رىئايە قىلىنغان، كۆڭۈل بۆلۈنگەن.

عَادَةٌ مَرْعِيَّةٌ: ھەممە قوبۇل قىلىدىغان تۈزۈم، ئادەتتىكى قائىدە، ئومۇمىي قانۇنىيەت.

حَسْبَ الْعَادَةِ الْمَرْعِيَّةِ: ئادەتتىكى قائىدىگە ئاساسەن، ئادەتتىكى قائىدە بويىچە.

مِرْغَاةٌ ج مَرَاغٍ: كەپكىر، چۆمۈچ.

مُرَغِّبٌ: قىزىقتۇرغۇچى، رىغبەتلەندۈرگۈچى.

مَرْغَمَةٌ: زورلاش، مەجبۇرلاش، قىستاش.

مَرْغُوْبٌ فِيْهِ: قىزىقتۇرىدىغان نەرسە، ئارزۇلۇق نەرسە.

شَخْصٌ مَرْغُوْبٌ فِيْهِ: قارشى ئېلىنىدىغان ئادەم.

شَخْصٌ غَيْرُ مَرْغُوبٍ فِيهِ: قارشى ئېلىنمايدىغان شەخس .

شَيْءٌ مَرْغُوبٌ فِيهِ: ھەممە قىزىقىدىغان نەرسە.

مِرْفَاعٌ ج مَرَافِيعُ: كران.

مَرْفَأٌ ج مَرَافِئُ: پورت، پرېستان (كېمىنى توختىتىپ قويىدىغان جاي).

«دَنَتِ السَّفِينَةُ مِنَ الْمَرْفَإِ فَاسْتَعَدَّ الرُّكَّابُ لِلنُّزُولِ»: كېمە پرېستانغا يېقىنلاشتى، يولوچىلار چۈشۈشكە تەييارلاندى.

مِرْفَدٌ ج مَرَافِدُ: چوڭ قاچا، ئىستاكان، چوڭ قەدەھ، جام.

مِرْفَشَةٌ: كورەك، گۈرجەك.

مِرْفَشَةُ الْخَبَّازِ: ناۋاينىڭ كۆسىيى.

مِرْفَقٌ ج مَرَافِقُ: جەينەك؛ تەكيە، ياستۇق؛ پاراۋانلىق ئۈسكۈنىلىرى.

﴿فَاغْسِلُوا وُجُوهَكُمْ وَأَيْدِيَكُمْ إِلَى الْمَرَافِقِ﴾ «قۇرئان»: يۈزۈڭلارنى يۇيۇڭلار، قولۇڭلارنى جەينىكىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار.

مِرْفَقُ الْمَقْعَدِ: يۆلەنچۈك (ئورۇندۇقنىڭ).

مِرْفَقُ النَّقْلِ: قاتناش پاراۋانلىقى.

مِرْفَقُ الْإِضَاءَةِ: ئېلېكتر بىلەن يورۇتۇش پاراۋانلىقى.

مَرَافِقُ الْحَيَاةِ: تۇرمۇش پاراۋانلىقىنىڭ ھەرقايسى تەرەپلىرى.

مَرَافِقُ الدَّوْلَةِ: دۆلەتنىڭ ئاممىۋى پاراۋانلىق ئىشلىرى.

مَرَافِقُ الدَّارِ: ئىمارەتنىڭ قوشۇمچە قىسىملىرى (ئىمارەتكە تەۋە ئاشخانا، ھاجەتخانا قاتارلىق نەرسىلەر).

مَرَافِقُ عَامَّةٌ: ئاممىۋى پاراۋانلىق ئىشلىرى.

الْمَرَافِقُ الْعِلْمِيَّةُ: ئىلىم-پەن ساھەسىدىكى تەجرىبە ئۈسكۈنىلىرى.

عِمَارَةٌ ذَاتُ الْمَرَافِقِ الْكَامِلَةِ: تولۇق تۇرمۇش ئەسلىھەلىرىگە ئىگە ئىمارەت.

مُرْفَقٌ بِهَذَا: قىستۇرۇلما، قوشۇمچە قىلىنغان.

مُرْفَقَاتٌ: قوشۇمچە، قوشۇمچە ھۆججەت، ئىلاۋە.

مِرْفَقَةٌ: ياستۇق، تەكيە.

مِرْفَقَةُ الْمَكْتَبِ: سىياھ سۈمۈرگۈچ قەغەز.

مَرْفُوضٌ: رەت قىلىنغان، تاشلىۋېتىلگەن.

مَرْفُوعٌ: كۆتۈرۈلگەن، ئېگىزلىتىلگەن.

مَرْفُوعٌ (فِي النَّحْوِ): لەۋلەشتۈرۈپ ئوقۇلغۇچى، پەش ئوقۇلغۇچى.

مَرَقَ يَمْرُقُ مُرُوقًا السَّهْمَ مِنَ الرَّمِيَّةِ: ئوقى تېشىپ ئۆتۈپ كەتتى.

مَرَقَ مِنَ الدِّينِ: دىندىن يېنىۋالدى، دىندىن يۈز ئۆرۈدى، مۇرتەت بولدى.

مَرَقَ فِي الْأَرْضِ: ئىچكىرىلەپ كەتتى، يىراقلاپ كەتتى.

مَرَقَ الْقِدْرَ: شورپىنى كۆپەيتتى.

مَرَقَ الطَّائِرُ: قۇش مايالىدى.

مَرَقَ الضَّيْفَ: مېھماننى شورپا بىلەن كۈتۈۋالدى.

مَرَقَهُ بِالرُّمْحِ: ئۇنىڭغا نەيزە سانجىدى.

مَرَقَ فُلَانٌ: پالانى ئۆتۈپ كەتتى.

مَرَقٌ: شورپا، گۆش شورپىسى.

مِرْقَاةٌ ج مَرَاقٍ: شوتا، پەلەمپەي، لىفت، شوتىنىڭ ۋاخىنىسى.

«إِسْتَخْدَمَ الْمِرْقَاةَ لِتَعَطُّلِ الْمِصْعَدِ»: لىفت بۇزۇلۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن شوتىنى ئىشلەتتى.

مِرْقَاقٌ ج مَرَاقِيقُ: پوزا (مانتىغا جىلىت ئاچىدىغان).

مِرْقَاقُ الْعَجِينِ: نوغۇچ.

مَرْقَبٌ ج مَرَاقِبُ: رەسەتخانا، ھاۋا رايى ئىستانسىسى، كۆزىتىش ئورنى، كۆزىتىش مۇنارىسى، كۆزىتىش بىناسى.

مَرْقَبُ الرَّبَّانِ: كېمە باشلىقى سەھنىسى.

«صَعِدَ إِلَى الْمَرْقَبِ لِيُتَابِعَ حَرَكَةَ الْمُرُوْرِ فِي الْمَيْدَانِ»: مەيدانـدىكى قاتنـاش ھەرىكىتىنـى كـۆزىتىش ئۈچۈن كۆزىتىش سۇپىسىغا چىقتى.

مِرْقَبٌ فَلَكِيٌّ ج مَرَاقِبُ: تېلېسكوپ ، دۇربۇن.

مَرْقَبَةٌ: پـوتەي، كـۆزىتىش بىناسـى، كـۆزىتىش پەشتىقى.

مَرَقَةٌ: شورپا.

مَرْقَدٌ ج مَرَاقِدُ: تۆشـەك، ئـورۇن ـ كـۆرپە، ئۇخلايدىغان جاي، كارىۋات ، پويىز، قەبرە.

الْمَرْقَدُ الْأَخِيْرُ: قەبرە.

«لَا تَقُمْ مِنْ مَرْقَدِكَ قَبْلَ أَنْ يَجِفَّ عَرَقُكَ»: «تەرىـڭ قۇرۇشتىن بۇرۇن ئورنۇڭدىن تۇرما».

﴿قَالُوا يَا وَيْلَنَا مَن بَعَثَنَا مِن مَّرْقَدِنَا﴾ «قرآن»: ۋاي ئىسىت! بىزنى ئۇخلاۋاتقان يېرىمىزدىن (يەنى قەبرىمىزدىن) كىم ئويغاتتى؟

مُرْقِدٌ: ئۇيقۇ دورىسى.

مَرْقَصٌ ج مَرَاقِصُ: ئۇسسۇل مەيدانى، ئۇسسۇل ئوينىلىدىغان جاي.

مُرَقِّدٌ: ئۇيقۇ دورىسى.

مُرَقَّطٌ: داغ، ئىزنىقىپ قالغان.

مُرَقَّطٌ بِالنُّجُوْمِ: يۇلتۇزلار بىلەن تولۇپ كەتكەن.

مُرَقَّعٌ: يامالغان، ياماق سېلىنغان كىيىم.

مُرَقَّعَةٌ: ئەندىزە، قېلىپ.

مِرْقَمٌ ج مَرَاقِمُ: نومـۇر باسـقۇچ، نومـۇر سـېلىش ئەسۋابى.

مَرْقُوْقٌ: شىكەر مانتا.

مَرْقُـوْمٌ: يېزىلغـان، نومـۇر سـېلىنغان، خاتىرىلەنگەن.

﴿وَمَـا أَدْرَاكَ مَـا سِـجِّينٌ كِتَـابٌ مَّرْقُـومٌ﴾ «قـرآن»: سـىججىن دېـگەن نـېمە؟ ئـۇنى قانـداق بىلەلەيـسەن؟ ئـۇ (يامـان ئادەملەرنىـڭ قىلمىشلىرى) خاتىرىلەنگەن بىر دەپتەردۇر.

مَرْقًى ج مَرَاقٍ: شوتا، پەلەمپەي، لىفىت، شـوتىنىڭ ۋاخشىسى.

مَرْكَبٌ ج مَرَاكِبُ: كېمە، پاراخوت.

مَرْكَبٌ شِرَاعِيٌّ: يەلكەنلىك كېمە.

مَرْكَبٌ بُخَارِيٌّ: پاراخوت، موتورلۇق كېمە.

مَرْكَبٌ خَطِّيٌّ: مۇقىم لىنىيىلىك پاراخوت.

مَرْكَبٌ جَوَّالٌ: تۇراقسىز لىنىيىلىك پاراخوت.

مَرْكَبٌ سَرِيْعُ الْعَدْوِ: تېـز سـۈرئەتلىك پـاراخوت، قوغلىغۇچى پاراخوت.

مَرْكَبٌ فَضَائِيٌّ: ئالەم كېمىسى.

نِعْمَ الْمَرْكَبُ الدَّابَّةُ: ئـۇلاغ نېمىـدېگەن ياخـشى قاتناش قورالى.

رَكِبَ مَرْكَبَ الطَّيْشِ: ئەقىلـسىزلىق قىلـدى، تەلۋىلىك قىلدى.

رَكِبَ مَرَاكِبَ الزَّلَلِ: خاتالىق ئۆتكۈزدى.

مَرْكَبَةٌ ج مَرْكَبَاتٌ: ھـارۋا، ترامـۋاي، ماشـىنا، ۋېلـسىپىت، موتـسىكلىت قاتـارلىق قاتنـاش قوراللىرى.

مَرْكَبَةُ تِرَامٍ: ترامۋاي.

مَرْكَبَةُ الْجَلِيْدِ: چانا.

مَرْكَبَةٌ عُمُوْمَةٌ: ئامموى قاتناش قورالى.

مَرْكَبَةٌ خَاصَّةٌ: مەخسۇس قاتناش قورالى.

«مَحْظُوْرٌ فِي هَذَا الشَّارِعِ سَيْرُ الْمَرْكَبَاتِ»: بـۇ كوچىـدا ماتورلۇق قاتناش قوراللىرىنىڭ مېڭىشى مەنئى قىلىنىدۇ.

مَرْكَبِيٌّ ج مَرْكَبِيَّةٌ: كېمىچـى، ئـۆز كېمىـسى بىـلەن تىرىكچىلىك قىلغۇچى.

مَرْكَزَ يُمَرْكِزُ مَرْكَزَةً: مەركەزلەشـتۈردى، توپلىـدى، يىغدى جۇغلىدى.

مَرْكَزٌ ج مَرَاكِزُ: مەركەز، مەركەزلەر.

مَرْكَزٌ كَهْرَبَائِيٌّ: ئېنېـرگىيە مەركـىزى، ئېلېكتـر

مەركىزى.

مَرْكَزٌ مَائِيٌّ: سۇ ئىنشائاتى مەركىزى.

مَرْكَزٌ حَرَارِيٌّ: تېرمو ئېلېكتر مەركىزى.

مَرْكَزٌ كَهْرَمَائِيٌّ: سۇ ئېلېكتر مەركىزى.

مَرْكَزُ الثِّقْلِ: ئېغىرلىق مەركىزى.

مَرْكَزُ الْجَذْبِ: تارتىش كۈچى مەركىزى.

اَلْمَرْكَزُ الْبُولِيسِيّ: ساقچى ئىدارىسى.

مَرْكَزُ الْإِدَارَةِ: باش ئىدارە، باش ئورگان.

مَرْكَزُ الرِّيَاسَةِ: قوماندانلىق شتابى .

مَرْكَزُ الدَّاءِ: كېسەللىك سەۋەبى، كېسەللىك مەنبەسى.

مَرْكَزُ الرَّجُلِ: كىشىنىڭ نوپۇزى، ئورنى، دەرىجىسى، ئابرۇيى.

مَرْكَزٌ تِجَارِيٌّ: سودا مەركىزى.

مُتَّحِدُ الْمَرْكَزِ: مەركەزلەشكۈچى.

«فُلَانٌ يَشْغَلُ مَرْكَزًا كَبِيرًا فِي الْجَامِعَةِ»: پالانى ئۇنىۋېرسىتېتتا مۇھىم ئورۇن تۇتىدۇ.

مَرْكَزُ قِيَادَةِ الْإِقْتِصَادِ: ئىقتىسادىي جان تومۇر.

مَرْكَزُ الصِّحَّةِ: ساقلىقنى ساقلاش پونكىتى.

مَرْكَزُ الْبِلَادِ فِي السِّيَاسَةِ الْعَالَمِيَّةِ: دۆلەتنىڭ خەلقئارادىكى ئورنى.

مَرْكَزِيٌّ: مەركىزى، مەركەزلىك.

لَا مَرْكَزِيٌّ: مەركەزدىن چەتتىكەن، مەركەزدىن ئاغقان.

اَلْمَصْرَفُ الْمَرْكَزِيّ: مەركىزىي بانكا.

مَرْكَزِيَّةٌ: ھوقۇقنى مەركەزلەشتۈرۈش تۈزۈمى.

لَا مَرْكَزِيَّةٌ: يەرلىك شۆبە ھاكىمىيەت تۈزۈمى.

دَائِرَةٌ لَا مَرْكَزِيَّةٌ: مەركەزدىن چەتنىگەن جاي.

اَلْقُوَّةُ الْمَرْكَزِيَّةُ الْجَاذِبَةُ: مەركەزگە ئىنتىلگۈچى كۈچ.

اَلْقُوَّةُ الْمَرْكَزِيَّةُ الطَّارِدَةُ: مۇداپىئە كۈچى.

اَللَّجْنَةُ الْمَرْكَزِيَّةُ: مەركىزىي كومىتېت.

اَلْإِدَارَةُ الْمَرْكَزِيَّةُ: مەركىزىي ئىدارە.

مَرْكَضٌ ج مَرَاكِضُ: يۈگۈرىدىغان جاي.

مُرَكَّبٌ ج مُرَكَّبَاتٌ: بىرىكمە، قوشۇلما، ئەبجەش، بىرىككەن، مۇرەككەپ.

مُرَكَّبٌ مِنْ كَذَا: .... دىن بىرىككەن.

مُرَكَّبٌ عَلَيْهِ: نەقىش سېلىنغان، .... قويۇلغان.

مُرَكَّبُ النَّقْصِ: ئۆز ـ ئۆزىنى كەمسىتىش تۇيغۇسى، ئۆزىنى تۆۋەن چاغلاش.

جَهْلٌ مُرَكَّبٌ: نادان ئادەمنىڭ نادانلىقىنى ئۆزىنىڭ بىلمەسلىكى.

عَدَدٌ مُرَكَّبٌ: قوش سان، جۈپ سان.

كَسْرٌ مُرَكَّبٌ: مۇرەككەپ كەسىر.

مُرَكَّبٌ كِيمِيَائِيٌّ: خىمىيىۋى بىرىكمە.

جُمْلَةٌ مُرَكَّبَةٌ: قوشما جۈملە.

مُرَكِّزٌ: مەركەزلەشتۈرگۈچ، يىغىنچاقلىغۇچى.

مُرَكِّزُ النُّورِ: چوڭ پروژېكتور، نۇر يىغقۇچى لامپا.

مِرْكَنٌ ج مَرَاكِنُ: داس (كىر يۇيىدىغان).

مَرْكُوبٌ ج مَرَاكِيبُ: مىندۈرۈلگەن، ئولتۇرۇلغان، چۈشۈرۈلگەن؛ ئاياغ كىيىم، كەش، تۇپلەي.

أَمْرٌ مَرْكُوزٌ فِي الْعُقُولِ: ئورناشقان ئىش.

مَرْكُومٌ: دۆۋىلەنگەن، يىغىلىپ قالغان، تۇپلانغان.

﴿وَإِن يَرَوْا كِسْفاً مِّنَ السَّمَاءِ سَاقِطاً يَقُولُوا سَحَابٌ مَّرْكُومٌ﴾ «قرآن»: ئەگەر ئۇلار ئاسماننىڭ بىر پارچىسى چۈشۈپ كەتكەنلىكىنى كۆرسە: «بۇ تۇپلاشقان بۇلۇتتۇر» دەيدۇ.

مَرْكُوٌّ: چېلەك، سوغا، تۇڭ.

مِرْمَاحٌ ج مِرْمَاحَاتٌ: بەيگە مەيدانى، مۇسابىقە مەيدانى.

مِرْمَاشٌ ج مَرَامِشُ: كۆزىنى كۆپ چىملىدىتىدىغان ئادەم.

مَرْمَحٌ: سىرك مەيدانى.

مَرْمَرَ يُمَرْمِرُ مَرْمَرَةً الشَّخْصَ: ئاچچىقلاندى،

غەزەپلەندى.

مَرْمَرَ الْمَاءَ: زېمىنغا سۇ يۈگۈرتتى.

مَرْمَرٌ: مەرمەر، مەرمەر تاش.

مَرْمَرِيٌّ: مەرمەردىن ياسالغان.

مَرْمَطَ يُمَرْمِطُ مَرْمَطَةً الشَّيْءَ: نەرسىنى بۇلغىۋەتتى، پاسكىنا قىلىۋەتتى.

مَرْمَغَ يُمَرْمِغُ مَرْمَغَةً فِي التُّرَابِ: تۇپىدا دومىلىدى، يۇمىلىدى، ئېغىنىدى.

مُرْمِلٌ: قۇمساڭغۇ، قۇمساڭ يەر.

مِرْمَلَةٌ: قۇم ساندۇق، قۇم قۇتا، سىياھ قۇتىسى، سۇمۇرگۈچ قۇتا.

مَرَمَّةٌ: رېمونت قىلماق، تۈزىمەك، تۈگشىماق.

«إِنْتَهَى مِنْ مَرَمَّةِ بَيْتِهِ»: ئۆيىنىڭ رېمونتىدىن بوشىدى.

مَرَمَّاتُ الْأَخْبَارِ: پىتنە-پاسات، يالغان-ياۋىداق.

مَرْمُوْقٌ: ھەممە ئادەمنىڭ كۆزى چۈشىدىغان.

«يَتَمَتَّعُ بِمَكَانَةٍ مَرْمُوْقَةٍ بَيْنَ زُمَلَائِهِ»: ساۋاقداشلىرىنىڭ ئالدىدا، ھەممە ئادەم كۆز تىكىدىغان ئالاھىدە ئورۇنغا ئىگە.

مَكَانَةٌ مَرْمُوْقَةٌ: يۈكسەك ئورۇن، ھەممە ئادەم كۆز تىكىدىغان ئورۇن.

مَرْمًى ج مَرَامٍ: قارىغا ئېتىش مۇساپىسى، ئېتىش مەيدانى، ۋاراتا.

هَذَا الشَّيْءُ فِي مَرْمَى النَّظَرِ: بۇ نەرسە كۆز يېتىدىغان جايدا.

لَمَحْنَاهُ عَلَى مَرْمَى الْعَيْنِ: ئۇنى كۆز يەتكۈدەك جايدا كۆردۇق.

مَرْمَى الْمِدْفَعِ: زەمبىرەك ئوقى مۇساپىسى.

بَعِيْدُ الْمَرْمَى: يىراق مۇساپىلىك، مەقسەت.

«هَذَا الْكَلَامُ بَعِيْدُ الْمَرْمَى»: بۇ سۆزنىڭ مەنىسى چوڭقۇر.

أَصَابَ الْمَرْمَى: نىشانغا تەگكۈزدى.

«أَطْلَقَ الْكُرَةَ إِلَى الْمَرْمَى»: توپنى ۋاراتاغا تەپتى.

بَلَغَ مَرَامَهُ: مەقسىتىگە يەتتى.

مَرْمِيٌّ: تاشلانغان، ئېتىلغان.

مَرْمِيَّاتٌ: ئېتىش ماشىنىسى.

مَرَنَ يَمْرُنُ مُرُوْنًا وَمُرُوْنَةً وَمَرَانَةً: ئەۋرىشىم بولدى، ئېلاستىكلىق بولدى.

مَرَنَ الْغُصْنُ: شاخ ئېگىلىشچان بولدى.

مَرَنَتْ يَدُهُ عَلَى الْعَمَلِ: ئۇ ئىشقا چىپىۋەر بولۇپ كەتتى.

مَرَنَ عَلَى الْكَلَامِ: ئۇ سۆزمەن بولۇپ كەتتى.

مَرَنَ عَلَى الشَّيْءِ: ئادەتلەندى، كۆنۈپ كەتتى.

مَرِنٌ: ماسلىشىشچان، مۇلايىم، يۇمشاق، ئادەت، خاراكتېر.

هُوَ مَرِنٌ فِي مُعَامَلَاتِهِ: ئۇ مۇئامىلىدە ماسلىشىشچان.

مَازَالَ ذَالِكَ مَرِنِي: مېنىڭ ئادىتىم شۇنداق بولۇپ كەلدى.

مَرْنَحَةُ السَّفِيْنَةِ: پاراخوتنىڭ بېشى، كېمىنىڭ بېشى.

مُرِنٌّ: ياڭراق، جاراڭلىق.

الْمُرْهَةُ: ئاپئاق، يامغۇر يىغىلىپ قالىدىغان ئورەك.

مُرْهَفٌ ج مُرْهَفُوْنَ: ئۆتكۈر، ئىنچىكە، ئىتتىك.

«شَاعِرٌ مُرْهَفٌ»: نازۇك ھېسسىياتلىق شائىر.

مُرْهِقٌ: جاپالىق، مۇشكۈل، ئېغىر.

مَرْهَمٌ ج مَرَاهِمُ: مەلھەم دورا.

مَرْهَنٌ: گۆرۈۋخانا.

مَرْهُوْبُ الْجَانِبِ: سۈرلۈك، قورقۇنچلۇق.

مَرْهُوْنٌ: گۆرۈ قويۇلغان مال، رەنىگە قويۇلغان نەرسە.

حَلَّ الْوَقْتُ الْمَرْهُوْنُ لِلْاِتِّفَاقِ: ئىمزالانغان توختامنىڭ ۋاقتى توشتى.

الْأُمُوْرُ مَرْهُوْنَةٌ بِأَوْقَاتِهَا: ھەر ئىشنىڭ ۋاقتى - سائىتى بولىدۇ.

مِرْوَاحٌ ج مَرَاوِيحُ: بۇغداي سورىغۇچ، چاقپىلەك شامالدۇرغۇچ.

مِرْوَبٌ ج مَرَاوِبُ: كۈمۈ، خۇمرا.

«مِنَ الْأَفْضَلِ أَنْ يُصْنَعَ الْمِرْوَبُ مِنَ الْفَخَّارِ»: كۈمۈنى ساپالدىن ياسىلىشى كېرەك.

مَرْوَةٌ ج مَرْوٌ: چاقماق تاش، كۋارتس، تاغ جىنسى.

الْمَرْوَةُ: مەرۋە (مەككىدىكى بىر تاغ).

﴿إِنَّ الصَّفَا وَالْمَرْوَةَ مِن شَعَآئِرِ اللّهِ﴾ ‹قرآن›: سافا بىلەن مەرۋە ھەققەتەن ئاللاھنىڭ (دىنىنىڭ) ئالامەتلىرىدۇر.

مُرُوءَةٌ: مەردلىك، ئادەمگەرچىلىك.

مَرْوَتٌ: ئاتنىڭ كۆتى، ئاتنىڭ قوڭى.

مِرْوَحَةٌ ج مَرَاوِحُ: يەلپۈگۈچ، شامالدۇرغۇچ.

مِرْوَحَةٌ كَهْرَبِيَّةٌ: شامالدۇرغۇچ، ئېلېكتر يەلپۈگۈچ.

مِرْوَحَةُ السَّقْفِ: ئاسما شامالدۇرغۇچ، ھاۋا تەڭشىگۈچ، ھاۋادان، تۈڭلۈك.

مُرَوْحَنٌ: تەۋرىنىش، ئىككىلىنىش، داۋالغۇش.

مُرَوْخٌ: مەلھەم، ماي (مايلايدىغان).

مِرْوَدٌ ج مَرَاوِدُ: سۈرمە، چىغرىق، غالتەك.

مُرُوْرٌ: ئۆتمەك، ئۆتۈپ كەتمەك.

تَذْكِرَةُ الْمُرُوْرِ: يول خېتى، پاسپورت، ئىجازەتنامە.

حَرَكَةُ الْمُرُوْرِ: قاتناش، ترانسپورت.

قَانُوْنُ الْمُرُوْرِ: قاتناش قائىدىسى.

شُرْطَةُ الْمُرُوْرِ: قاتناش ساقچىسى.

مَمْنُوْعُ الْمُرُوْرِ: ئۆتۈش چەكلەنگەن.

مِرْصَدُ الْمُرُوْرِ: مېردىئان ئۆلچىگۈچ.

مُرُوْقٌ: يولدىن چىقىپ كەتمەك، چەتنەپ كەتمەك.

مُرُوْنَةٌ: ئېلاستىكلىق، كېڭىيىش - تارىيىش خۇسۇسىيىتى بار.

طَرِيْقَتُهُ فِي الدِّرَاسَةِ تَسْمَحُ بِمُرُوْنَةٍ كَثِيْرَةٍ: ئۇنىڭ ئۆگىنىش ئۇسۇلى ناھايىتى جانلىق.

مُرُوْنَةُ الْمَعْدَنِ: مېتاللىنىڭ ئېلاستىكلىقى.

مُرَوَّبٌ: قېتىق.

مُرُوَّةٌ: مەردلىك، ئادەمگەرچىلىك.

مُرَوِّجٌ: سىرتقا قاتراپ ئىش بېجىرگۈچى، ئىشنى قانات يايدۇرغۇچى، راۋاج تاپقۇزغۇچى، ئۆستۈرگۈچى، ئالغا باستۇرغۇچى.

مُرَوِّضٌ: كۆندۈرگۈچى، بېقىپ كۆندۈرگۈچى.

مُرَوِّضُ الْخَيْلِ: ئات كۆندۈرگۈچى.

مُرَوِّضُ الْوُحُوْشِ: ھايۋانلارنى كۆندۈرگۈچى، ھايۋانلارنى ئۆگەتكۈچى.

مُرَوِّعٌ: قورقۇنچلۇق، ھەيران قالارلىق، كىشىنى چۆچۈتىدىغان.

مُرَوَّقٌ: تازىلانغان، پاكىزلانغان.

مُرَوِّقٌ: سۈزگۈچ.

مَرْوًى ج مَرَاوٍ: سۇغىرىش ئۆستىڭى، ئېرىق.

مَرْوِيٌّ: ئاغزاكى، ئېغىز ئارقىلىق بايان قىلىنغان، رىۋايەت قىلىنغان.

مَرَى يَمْرِي مَرْيًا: ـــ الشَّخْصَ: ئىنكار قىلدى، تاندى، يېنىۋالدى، تېنىۋالدى، رەت قىلدى، باش تارتتى، يوققا چىقاردى.

مَرِيٌّ ج مُرُؤٌ وَأَمْرِئَةٌ: قىزىلئۆڭگۈچ، كېكىرتەك.

«هَنِيْئًا مَرِيْئًا»: خۇش مۇبارەك، ئامان بولغايسىز، ھۇزۇرلانغايسىز.

«طَعَامٌ مَرِيْءٌ»: سىڭىشلىق ئۆتىدىغان تاماق، مەززىلىك تاماق.

﴿فَكُلُوهُ هَنِيئاً مَّرِيئاً﴾ ‹قرآن›: ئۇنى مەززىلىك، سىڭىشلىك يەڭلار.

مُرِيْبٌ: شەكلەنگۈچى، گۇمانلانغۇچى.

مِرْيَةٌ. مُرْيَةٌ: شۇبھە، گۇمان، شەك، مۇنازىرە، تالاش، تارتىش.

مَا فِيْهِ مِرْيَةٌ: بۇنىڭدا دەتالاش يوق.

﴿فَلاَ تَكُ فِي مِرْيَةٍ مِّنْهُ﴾ ‹قرآن›: قۇرئانغا شەك كەلتۈرمىگىن.

مُسَقَّبٌ: قانۇنلۇق، رۇخسەت قىلىنغان، جائىز.

مِسْفَارٌ ج مَسَافِيْرُ: كۆپ سەپەر قىلغۇچى.

مَسْفَلَةٌ ج مَسَافِلُ: ئەڭ ئاستىنقى، ئەڭ تۆۋەن تەرىپى، ئاستى تەرىپى، پەس تەرىپى.

«اِنْتَقَلْنَا مِنْ مَسْفَلَةِ الْمَدِيْنَةِ إِلَى مَعْلَاتِهَا»: بىز شەھەرنىڭ تۆۋەن تەرىپىدىن يۇقىرى تەرىپىگە يۆتكەلدۇق.

مُسْفِ: گەپ توشۇغۇچى، پىتنىخور، سۇخەنچى.

مِسْقَاةٌ ج مَسَاقٍ:سۇغۇرۇش ماشىنىسى.

مِسْقَامٌ: كېسەل كۆرپىسى، كېسىلى كۆپ، كۆپ كېسەل بولىدىغان ئادەم.

مَسْقِطٌ ج مَسَاقِيْطُ: چۈشۈپ كەتكەن جاي، چۈشۈش ئورنى، چۈشۈش مەيدانى.

مَسْقِطٌ هَنْدَسِيٌّ: پروېكسىيە، تەكشىلىك كۆرۈنۈش، تەكشىلىك خەرىتىسى.

مَسْقِطُ الشَّكْلِ الْأَصْلِيِّ: پروېكسىيىلىك رەسىم.

مَسْقِطُ الرَّأْسِ: تۇغۇلغان جاي، يۇرت.

لَقَدْ غِبْتُ مَسْقَطَ رَأْسِي عِدَّةَ سِنِيْنَ: يۇرتۇمدىن ئايرىلغىلى بىر قانچە يىل بولدى.

مَسْقِطُ الْمِيَاهِ: شارقىراتما.

مَسْقِطٌ جَانِبِيٌّ: ياندىن كۆرۈنۈش.

مَسْقِطٌ رَأْسِيٌّ: ئۇدۇل كۆرۈنۈش خەرىتىسى.

سُوْقٌ مُسَقَّفٌ: ئۈستى يېپىق بازار.

مِسْقًى ج مَسَاقٍ: سۇغۇرۇش ئۆستىڭى.

مَسْقِيٌّ: سۇغۇرۇلغان.

مَسَكَ يَمْسُكُ / يَمْسِكُ مَسْكًا بِالشَّيْءِ: تۇتتى، چىڭ تۇتتى، تۇتۇۋالدى، قولغا چۈشۈردى.

مَسَكَ لِسَانَهُ: سۈكۈت قىلدى، جىم تۇردى، لام-جىم دېمىدى، ئۈندىمىدى، زۇۋان سۈرمىدى.

مَسَكَ الْبَطْنَ: ئىچى قاتتى، قەۋزىيەت بولدى.

مَسَكَ بِهِ: ساقلىدى، چىڭ تۇتتى، تۇتۇپ بەردى، ساقلاپ بەردى.

مَسَكَ الْحَبْلَ: ئارغامچىغا ئېسىلدى

مَسَكَ الشَّرْطِيّ اللِّصَّ: ساقچى ئوغرىنى تۇتۇۋالدى.

مَسَكَ الْمُقْتَصِدُ حِسَابَاتِ الشَّرِكَةِ: مالىيە مەسئۇلى شىركەتنىڭ ھېساباتىغا نازارەتچىلىك قىلدى.

مَسَكَ بِزِمَامِ الْأُمُوْرِ: ئىشلارنى شەخسەن ئۆزى تۇتتى.

مَسْكٌ: تۇتۇش، چىڭ تۇتۇش، سىقىش، ئىگىلەش، ئىگە بولۇش.

مَسْكُ الْحِسَابَاتِ: بوغالتىرىيە، ھېساباتچىلىق.

مِسْكٌ: ئىپار.

«حَكَى جَنَّةً خَضْرَاءَ ذَاتَ نَضَارَةٍ آرِيْجَتُهَا فَاحَتْ كَمِسْكٍ وَرَيْحَانٍ»: بۇ مەسجىد يېشىللىققا پۈركەنگەن، ئۇ ئىپار ۋە رەيھان ھىدلىرى كېلىپ تۇرىدىغان گۈزەل باغچىغا ئوخشايدۇ.

مِسْكُ الْخِتَامِ: چىرايلىقچە ئاياغلىشىش، ياخشى خاتىمە.

مِسْكٌ رُوْمِيٌّ: تۇن لەيلىسى.

غَزَالُ الْمِسْكِ: ئىپار كېيىكى.

مُسْكٌ: ئاشلىق، ئوزۇق-تۈلۈك، يېمەكلىك، يېمەك - ئىچمەك، ئوزۇقلۇق ماددا.

مُسُكٌ ج أَمْسَاكٌ: بېخىل.

مُسْكَانٌ ج مَسَاكِيْنُ: زاكالەت.

مِسْكَبَةٌ ج مَسَاكِبُ: سۇ چاچقۇچى، سۇ سېپىدىغان ئەسۋاب .

مَسْكَةٌ: دەستە، ساپ، تۇتقۇچ، رول، تۇتقا.

مَسَكَةٌ: يىپىنچا، تاش كامېر ، بالون، قەھرىمان، باتۇر.

مُسْكَةٌ ج مُسَكٌ: يېمەك-ئىچمەك، ئوزۇق-تۈلۈك، تۇتقا، ئەقىللىقلىق، زېرەكلىك، ئاساس، يىلتىز.

رَجُلٌ ذُوْ مُسْكَةٍ: كاللىسى ئۆتكۈر ئادەم.

فِيْهِ مُسْكَةٌ مِنْ خَيْرٍ: ئۇنىڭدا ئاز-تولا ياخشىلىق

تېپىلىدۇ.

مُسَكَةٌ ج مُسَكٌ: بېخىل، پىخسىق، پىششىق.

مُسْكِرٌ: ھاراق، مەست قىلغۇچى شاراب، خورما ھارىقى.

مُسْكِرَاتٌ: ئىسپىرتلىق ئىچىملىكلەر.

مُسَكِّجٌ: ۋاقىتلىق تۈزەشتۈرگۈچى، دەرھال يامىغۇچى.

مُسَكِّنٌ ج مُسَكِّنَاتٌ: تىنچلاندۇرغۇچى دورا.

مَسْكَنٌ ج مَسَاكِنُ: ئۆي، ئىمارەت، تۇرالغۇ، جاي.

«أَنْشَأَتِ الْحُكُومَةُ مَسَاكِنَ لِلْعُمَّالِ الْأَجَانِبِ»: ھۆكۈمەت چەت ئەل ئىشچىلىرى ئۈچۈن تۇرالغۇ جاي سالدى.

مَسْكَنَةٌ: ئاجىزلىق، نامراتلىق، كەمبەغەللىك.

﴿وَضُرِبَتْ عَلَيْهِمُ الذِّلَّةُ وَالْمَسْكَنَةُ﴾ ‹قرآن›: ئۇلار خارلىقتا، موھتاجلىقتا قالدى.

مَسْكُوكٌ ج مَسْكُوكَاتٌ: مېتال پۇل، تەڭگە پۇل.

ضَرْبُ الْمَسْكُوكَاتِ: پۇل قۇيماق، پۇل سوقماق.

مَسْكُونٌ: ئائىلىلىك.

مَسْكُونٌ بِالْجِنِّ: سارالىق؛ جىن-ئالۋاستىلارنىڭ تۇرىدىغان جايى.

مَكَانٌ مَسْكُونٌ: بەزى كىشىلەرنىڭ ئېتىقادى بويىچە ئەرۋاھلار ماكانلاشقان جاي.

الْمَسْكُونَةُ: جاھان، دۇنيا، ئالەم.

«هَلْ هَذِهِ الدَّارُ مَسْكُونَةٌ؟»: بۇ ئۆيدە ئادەم تۇرامدۇ.

مَسْكُونِيٌّ: دۇنياۋى، يەرشارىنىڭ، ئالەمنىڭ.

مُسْكِيرٌ: مەست، پىيانىچىك، ھاراقكەش.

مِسْكِينٌ ج مَسَاكِينُ: پېقىر، نامرات، كەمبەغەل، ئاجىز، خار، بىچارە، مىسكىن.

﴿وَيُطْعِمُونَ الطَّعَامَ عَلَى حُبِّهِ مِسْكِيناً وَيَتِيماً وَأَسِيراً﴾ ‹قرآن›: ئۆزى موھتاج تۇرۇقلۇق، مىسكىنگە، يېتىمگە ۋە ئەسىرگە تائام بېرىدۇ.

«وَجَدَهُ مِسْكِيناً فَعَفَا عَنْهُ»: ئۇنى بىچارە ھېسابلاپ كەچۈرۈم قىلدى.

مَسَلَ يَمْسُلُ مَسْلًا الْمَاءُ: سۇ ئاقتى.

مَسْلَاةٌ: كومېدىيە.

مِسْلَاةٌ: ئويۇنچۇق.

مَسْلَاةٌ ج مَسَالٍ: كۆڭۈل ئېچىش سورۇنلىرى، مەدەنىي كۆڭۈل ئېچىش سارىيى.

مِسْلَاخٌ: قاسراق.

مِسْلَاخُ الْحَيَّةِ: يىلان پوستى، يىلان قاسرىقى.

مِسْلَاطٌ ج مَسَالِيطُ: ئاچقۇچنىڭ چىشى.

مِسْلَاقٌ: ناتىق، سۆزمەن، پاساھەتلىك سۆزلەيدىغان ئادەم.

مَسْلَحٌ ج مَسَالِحُ: قورال-ياراغ ئامبىرى، قورال-ياراغ ئىسكىلاتى، قورال-ياراغ زاۋۇتى.

مَسْلَحَةٌ ج مَسَالِحُ: قورال-ياراغ ئامبىرى، قورال-ياراق ئىسكىلاتى، قورال-ياراغ زاۋۇتى.

مَسْلَخٌ ج مَسَالِخُ: قۇشخانا.

مُسَلْسَلٌ ج مُسَلْسَلَاتٌ: باغلانغان، چاتما كۆپ قىسىملىق تېلېۋىزىيە ياكى رادىئو مەخسۇس پروگراممىسى.

الْمُسَلْسَلُ مِنَ الْأَحَادِيثِ: راۋىلار ئىزچىل ھالدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىردەك رىۋايەت قىلغان ھەدىس.

رِوَايَةٌ مُسَلْسَلَةٌ: كۆپ قىسىملىق رومان.

مُسَلْطَحٌ: تېيىز، چوڭقۇر ئەمەس.

مُسَلْفَتٌ: قارىماي ياتقۇزۇلغان، ئاسفالتلانغان.

طَرِيقٌ مُسَلْفَتٌ: قارىماي يول، ئاسفالت يول.

مِسْلَفَةٌ ج مِسْلَفَاتٌ: سۆرەم، تىرنا.

مِسْلَقٌ: ناتىق، سۆزمەن، پاساھەتلىك سۆزلەيدىغان ئادەم.

مَسْلَكٌ ج مَسَالِكُ: يول، چوڭ يول، ھەرىكەت يۈرۈش - تۇرۇش.

«كَانَ مَسْلَكُهُ غَرِيبًا»: ئۇنىڭ قىلىقى ئاجايىپ ئىدى.

«هَذَا مَسْلَكٌ وَعْرٌ»: بۇ ئەگرى-توقاي يولدۇر.

اَلْمَسَالِكُ الْبَوْلِيَّةُ: سۈيدۈك يولى.

مَسْلَكَةٌ: كىيىم ياقىسى.

مِسْلَكَةٌ: چاق (يىپ ئىگىرىش چاقى)، ئۇرچۇق، موكا، يىگ.

مِسَلَّةٌ ج مِسَلَّاتٌ وَمَسَالٌ: دەرەش، چوڭ يىگنە؛ پىرەئۇنلەردىن قالغان ئارخېئولوگىيىلىك يېزىق يېزىلغان ئۇزۇن تاش.

«يُخَاطُ الْقُمَاشُ الْغَلِيظُ بِالْمِسَلَّةِ»: قېلىن رەخ دەرەش بىلەن تىكىلىدۇ.

مُسَلَّحٌ: قوراللىق، قوراللانغان.

قَاوَمَ الْعَدُوَّ بِالْكِفَاحِ الْمُسَلَّحِ: دۈشمەنگە قارشى قوراللىق كۈرەش ئېلىپ باردى.

بِالْقُوَّةِ الْمُسَلَّحَةِ: قورال كۈچى ئارقىلىق، قورال كۈچى بىلەن.

مُسَلَّمٌ بِهِ: ئېتىراپ قىلىنغان.

مُسَلَّمَةٌ ج مُسَلَّمَاتٌ: چۈشىنىشلىك، ھەممە ئادەم بىلىدىغان، بەس-مۇنازىرە تەلەپ قىلمايدىغان.

مُسَلٍّ: ئىچ-پۇشۇقىنى چىقارغۇچى، كۆڭۈلنى ئاچقۇچى.

مُسَلَّى: تازىلانغان سېرىقماي.

مُسْلِمٌ ج مُسْلِمُونَ م مُسْلِمَةٌ ج مُسْلِمَاتٌ: مۇسۇلمان، مۇسلىم.

«اَلْمُسْلِمُ مَنْ سَلِمَ الْمُسْلِمُونَ مِنْ لِسَانِهِ وَيَدِهِ» ‹حديث›: سۆزى ۋە ھەرىكىتى ئارقىلىق مۇسۇلمانلارغا زىيان-زەخمەت يەتكۈزمىگەن ئادەم ھەقىقىي مۇسۇلمان ھېسابلىنىدۇ.

مَسْلُوبٌ ج مَسَالِيبُ: تارتىۋېلىنغان، بۇلانغان، تالان- تاراج قىلىنغان.

مَسْلُوبُ الْقُوَّةِ: ئاجىز، زەئىپ، كۈچسىز.

مَسْلُوتٌ: گۆشى شىلىۋېلىنغان گۆشنىڭ سۆڭىكى.

مَسْلُوخٌ: تېرە تاشلىغان، پوست تاشلىغان، قاسراق تاشلىغان، يۇڭ تاشلىغان.

مَسْلُوقَةٌ: داغ سۇدا پىشۇرۇلغان گۆش.

اَلْفَوَاكِهُ الْمَسْلُوقَةُ: پوستلىق مېۋە، شاكاللىق مېۋە.

مَسْلُولٌ ج مَسْلُولُونَ: سىل كېسىلى بىلەن ئاغرىغان ئادەم.

مَسْلِيٌّ: پىششىقلاپ ئىشلەنگەن خام قايماق.

مَسْلِيٌّ نَبَاتِيٌّ: سۈنئىي مايسىلار.

مِسْمَاحٌ ج مَسَامِيحُ: مەرد، كەڭ قورساق، كۆكسى-قارنى كەڭ، قولى ئوچۇق، سېخىي.

مِسْمَارٌ ج مَسَامِيرُ: مىخ.

لَقَدْ عَلِقَ ثَوْبِي بِالْمِسْمَارِ: كىيىمىم مىخقا ئىلىنىپ قالدى.

مِسْمَارٌ صِنَّارَةٌ: كۇنۇپكا مىخ، قالپاقلىق مىخ.

مِسْمَارٌ بِطَاسِيَّةٌ: يىڭنە مىخ.

مِسْمَارٌ لَوْلَبِيٌّ: بۇرما مىخ.

اَلْمِسْمَارُ الْبُرْشَمَةُ: قالپاقلىق مىخ.

مِسْمَارُ رَدَّةٍ: قاداق، (چىنە قادايدىغان).

مِسْمَارُ الْقَدَمِ: قاداق، (پۇتتا بولىدىغان).

إِبْرَةٌ مِسْمَارَةٌ: يىڭنە مىخ.

مِسْمَارِيٌّ: بۇرما مىخ.

خَطٌّ مِسْمَارِيٌّ: مىخ خەت، شىنا يېزىقى، (ئاسسۇرىيىلىكلەر ۋە ئىرانلىقلارنىڭ شىنا ياكى مىخقا ئوخشىتىپ يازغان خېتى).

اَلْكِتَابَةُ الْمِسْمَارِيَّةُ: مىخ خەت، شىنا يېزىقى، (ئاسسۇرىيىلىكلەر ۋە ئىرانلىقلارنىڭ شىنا ياكى مىخقا ئوخشىتىپ يازغان خېتى).

مِسْمَاكٌ: تۇۋرۇك، تايانچ.

مَسَامٌ: تۆشۈكچىلەر.

مَسَامُّ الْجِسْمِ: تەر تۆشۈكچىلىرى.

مَسَامّ الْجِلْدِ: تەر تۆشۈكچىلىرى.

مَسَامِيٌّ: زەھەرلىك.

مَسَامِيَّةٌ: كۆپ تۆشۈكلۈك، ھاۋا كاۋاكچىلىرى.

مِسْمَحٌ ج مَسَامِحُ: مەرد، كەڭ قورساق، كۆكسى قارنى كەڭ، قولى ئوچۇق، سېخىي.

مَسْمَعٌ: ئاڭلايدىغان جاي.

عَلَى مَسْمَعٍ مِنْهُ: ئاڭلىنىدىغان ئارىلىقتا.

«هُوَ مِنِّي بِمَرْأًى وَمَسْمَعٍ»: ئۇ مەن كۆرەلەيدىغان ۋە ئاڭلىيالايدىغان ئارىلىقتا تۇرۇۋاتىدۇ.

مِسْمَعٌ ج مَسَامِعُ: قۇلاق؛ چىلەكنىڭ بېغى، چىلەكنىڭ تۇتقۇچى.

الْمُسْمَكَاتُ: ئاسمان، پەلەك، كۆك، ساما.

مَسْمَكَةٌ ج مَسَامِكُ: بېلىق كۆلچىكى.

«فِي الْمَسْمَكَةِ الْيَوْمَ سَمَكٌ طَازِجٌ»: بېلىق بازىرىدا بۈگۈن يېڭى بېلىق بارىكەن.

مُسِمٌّ: زەھەرلىك.

مُسَمَّرٌ: مىخلانغان.

مُسَمَّنٌ: سەمرىتىلگەن، بورداقلانغان.

مُسَمًّى ج مُسَمَّيَاتٌ: ئاتالغان، چاقىرىلغان.

أَجَلٌ مُسَمًّى: مۇددەتلىك، چەكلىك.

﴿ كُلٌّ يَجْرِي إِلَى أَجَلٍ مُسَمًّى ﴾ «قۇرئان»: (كۈن بىلەن ئاينىڭ) ھەربىرى مۇئەييەن مۇددەت (يەنى قىيامەتكىچە ئۆز پەلىكىدە) سەير قىلىدۇ.

أَجَلٌ غَيْرُ مُسَمًّى: مۇددەتسىز، قەرەلسىز.

ظَلَّ اِسْمًا بِلَا مُسَمًّى: ئىسمى بار جىسمى يوق بولۇپ قالدى.

مُسَمَّيَاتٌ عِلْمِيَّةٌ: ئىلمىي چۈشەنچە، ئىلمىي ئۇقۇم.

مَسْمُوحٌ ج مَسْمُوحَاتٌ: كەچۈرۈلگەن قىلىنغان، بېجى كەچۈرۈم قىلىنغان مال.

مَسْمُوحٌ بِهِ: رۇخسەت قىلىنغان، جائىز، مۇباھ، ئىجازەت قىلىنغان.

مَسْمُوعٌ: ئاڭلىنىدىغان، ئاۋازى ئوچۇق بولغان.

مَسْمُوعُ الْكَلِمَةِ: گېپى ئاقىدىغان، گېپى ئۆتىدىغان.

مَسْمُوكٌ: قېلىن، قويۇق، پۇختا، چىداملىق، ئېگىز، چوك.

الْمَسْمُوكَاتُ: ئاسمان، پەلەك، كۆك، ساما.

مَسْمُومٌ: زەھەرلەنگەن.

مَسَنَ يَمْسُنُ مَسْنًا الرَّجُلَ: كىشى قويال بولدى.

مَسَنَةٌ: ئۇنى ئۇرۇپ يىقىتتى.

مَسَنَ الشَّيْءَ مِنَ الشَّيْءِ: نەرسىنى سۇغۇرۇۋالدى.

مُسْنِتٌ: قۇرغاق يەر، قۇرغاقچىلىق يىل، بوز يەر، نامرات، كەمبەغەل، يوقسۇل.

مِسْنَدٌ ج مَسَانِدُ: دىۋان، يۆلەنچۈك، تەكىيە، ياستۇق.

مُسْنَدٌ ج مَسَانِدُ: زامان، دەۋر، ۋاقىت؛ يالغان نەرسىنى دەۋا قىلغۇچى.

حَدِيثٌ مُسْنَدٌ: سەنەدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۇلانغان ھەدىس.

مُسْنَدٌ: خەۋەر جۈملە، خەۋەر، ئېنىقلىغۇچى.

مُسْنَدٌ إِلَيْهِ: (جۈملىدىكى) ئىگە.

مُسِنٌّ: ياشانغان.

مِسَنٌّ ج مَسِنَّاتٌ: بىلەي، بىلەي تاش.

مِسَنّ الْإِسْكَافِ: يۇمشاق بىلەي.

مِسَنّ الْمُوسَى: ئۇستىرا بىلەيدىغان بىلەي.

«سَنَّ السِّكِّينَ عَلَى الْمِسَنِّ»: پىچاقنى بىلەيدە بىلىدى.

مُسَنَّاةٌ ج مُسَنَّوَاتٌ وَمُسَنَّيَاتٌ: تۇغان، دامبا، توسما.

ثَوْبٌ مُسَنَّجٌ: ئالىبولماچ يوللۇق كىيىم.

مُسَنَّنٌ: چىشى بار، چىشلىق، ھەرە چىشىدەك، بىسلىق، ئۇچلۇق.

مَسْنُونٌ: بىلەنگەن، چاقلانغان، ئىتتىكلەنگەن.

حَمَأٌ مَسْنُونٌ: سېسىق لاي، قارا پانچۇق.

مَسْنُوٌّ: سۇ چاقىپەلىكى ئارقىلىق سۇغىرىلىدىغان يەر.

مَسْنِيٌّ: سۇ چاقىپەلىكى، سۇ چاقىپەلىكى ئارقىلىق سۇغىرىلىدىغان يەر.

مُسْهَبٌ: تەپسىلىي سۆزلەنگەن، ئۇزۇن سۆزلەنگەن.

مُسْهَبَةٌ: چوڭقۇر(قۇدۇقنىڭ).

مَسْهَجٌ: شامالنى توسىدىغان جاي، دالدا جاي.

مَسْهَرٌ ج مَسَاهِرُ: كەچلىك كۇلۇپ، كەچلىك كۆڭۈل ئېچىش سورۇنى، قەھۋەخانا.

مَسْهَكٌ. مَسْهَكَةٌ: بوران - چاپقۇنلۇق جاي.

رِيْحٌ مَسْهَكَةٌ: قاتتىق بوران.

مُسْهِلٌ ج مُسْهِلاَتٌ: سۈرگە دورىسى.

مُسْهِلٌ خَفِيْفٌ: ئىچنى يۇمشىتىدىغان دورا.

مُسْهَلٌ: ئىچى سۈرمەك، ئىچى ئۆتمەك.

مُسَهَّرٌ: ئۇيقۇسىزلىق، بىدارلىق، ئۇخلىيالماسلىق.

مَسْهُوْلُ الْبَطْنِ: ئىچى سۈرمەك.

مِسْوَاطٌ: قاشاڭ ئات.

مِسْوَاكٌ ج مَسَاوِيْكُ: مىسۋاك.

مُسْوَدَّةٌ ج مُسْوَدَّاتٌ: ئەسلىي كوپىيە، تىكىست، دەسلەپكى نۇسخا، ئورىگىنال.

مُسْوَدَّةُ الطَّبْعِ: كوررېكتورلۇق، كوررېكتورلۇق قىلىنغان نۇسخا.

لَقَدْ حَفِظْتُ مُسْوَدَّةَ هَذِهِ الْمَقَالَةِ: بۇ ماقالىنىڭ ئورىگىنالىنى ساقلاپ قويدۇم.

مِسْوَرٌ. مِسْوَرَةٌ ج مَسَاوِرُ: خۇرۇم تەكىيە، خۇرۇمدىن ئىشلەنگەن ياستۇق.

مَسُوْسٌ: قولدىكى سۇ، ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرغۇدەك سۇ، شىرىن سۇ، ئۇتلايدىغان ئوت، زەھەر قايتۇرۇش دورىسى.

مُسَوْكَرٌ: ساقلانغان، بىخەتەر.

قُفْلٌ مُسَوْكَرٌ: بىخەتەر قۇلۇپ.

مُسَوَّرٌ: قورۇق تام، چۆرىمە تام، ھويلا تېمى.

مُسَوِّغٌ ج مُسَوِّغَاتٌ: يوللۇق سەۋەب، قانۇنىي ئاساس، ئەقىلگە سىغىدىغان باھانە.

مُسَوِّغَاتُ التَّعْيِيْنِ: مەلۇم خىزمەت ئۆتەشكە تەلەپ قىلىنىدىغان دەلىل - ئىسپاتلار.

«مَا مُسَوِّغَاتُ تَصَرُّفِكَ هَذَا؟»: سېنىڭ بۇ ھەرىكىتىڭنىڭ يوللۇق سەۋەبلىرى قايسى؟

مُسَوَّفٌ: ئارقىغا سوزۇلغان، كېچىكتۈرۈلگەن.

تِلِغْرَافَاتٌ مُسَوَّفَةٌ: ئادەتتىكى تېلېگرامما، ئاددىي تېلېگراف.

مُسِيْءٌ: يامانلىق قىلغۇچى، زىيان يەتكۈزگۈچى، ئەسكى، كىشىنى خاپا قىلغۇچى، بىزار قىلغۇچى.

«لاَ يَتَمَنَّى أَحَدُكُمُ الْمَوْتَ إِمَّا مُحْسِنًا فَلَعَلَّهُ يَزْدَادُ وَإِمَّا مُسِيْئًا فَلَعَلَّهُ يَسْتَعْتِبُ» ‹حديث›: «سىلەردىن بىرەرسى ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلمىسۇن، ئۇ كىشى ئەگەر ياخشى كىشى بولسا، بەلكىم ياخشىلىقنى كۆپەيتىۋېلىشى مۇمكىن، ئەگەر يامان كىشى بولسا تەۋبە قىلىۋېلىشى مۇمكىن».

مَسِيْحٌ ج مُسَحَاءُ و مَسْحَى: كۆزەل چىراي، سۈرتۈلگەن، تەر؛ بىر پارچە كۈمۈش؛ ساياھەتچى قولىيالغىلىقى، ئۇۋىراپ كەتكەن تەڭگە؛ يەكچەشمە؛ راستچىل.

مَسِيْحُ الدَّجَّالِ: دەججال.

الْمَسِيْحُ: ئىسا ئەلەيھىسسالام.

﴿إِنَّمَا الْمَسِيْحُ عِيسَى ابْنُ مَرْيَمَ رَسُولُ اللّهِ﴾ ‹قرآن›: مەسىھ ئىسا - مەريەمنىڭ ئوغلى، پەقەت ئاللاھنىڭ رەسۇلىدۇر.

مَسِيْحِيٌّ: خىرىستىئان، خىرىستىئان دىنى مۇخلىسى، ناسارا.

الدِّيْنُ الْمَسِيْحِيُّ / اَلْمَسِيْحِيَّةُ: خىرىستىئان دىنى.

مَسِيخٌ: تەمسىز، تېتىقسىز، تەمى يوق، بەتتام، سەت، كۆرۈمسىز، چىرايى بۇزۇلغان.

رَجُلٌ مَسِيخٌ: كۆرۈمسىز ئادەم.

مَسِيخٌ مِنَ الطَّعَامِ: تەمسىز تاماق.

مَسِيرٌ: مېڭىش، پىيادە مېڭىش، ھەرىكەتلىنىش.

مَسِيرَةٌ: مۇساپە، ئارىلىق.

الْمَسِيرَةُ البحرية الْكُبْرَى: ئۇزۇن سەپەر.

مَسِيسٌ: تۇتماق، تەگمەك، ساراڭلىق.

عِنْدَ مَسِيسِ الْحَاجَةِ: زۆرۈر تېپىلغاندا، زۆرۈر بولغاندا، لازىم بولغاندا، ئېھتىياج چۈشكەندە.

«الْمَنْكُوبُ فِي مَسِيسِ الْحَاجَةِ إِلَى الْإِعَانَةِ»: ئاپەتكە ئۇچرىغۇچى ياردەمگە جىددىي موھتاج.

مُسَيْطِرٌ: باشقۇرغۇچى، ھۆكۈمرانلىق قىلغۇچى، كۆزەتكۈچى.

مِسْيَعَةٌ: ئەندۈۋا.

مَسِيكٌ ج مُسُكٌ: بېخىل، پىخسىق، پىششىق، چىڭ تۇتماق.

مَا فِيهِ مَسِيكٌ: قىلچە پايدىسى يوق.

مَسِيلٌ ج أَمْسِلَةٌ وَمُسُلٌ وَمَسَايِلُ: ئېقىن، ئۆستەڭ، ھۆل نوقتا ، ئاقما، بوتقا.

مُسِيلٌ: ئاققۇزغۇچى.

مُسِيلُ الدُّمُوعِ: ياش ئاققۇزغۇچى.

غَازُ مُسِيلِ الدُّمُوعِ: ياش ئاققۇزىدىغان گاز.

مِسْيَلٌ: ئاربىئومېتىر، لەيلىمە تارازا (سۇيۇقلۇقنى ئۆلچىگۈچ).

مُسَيَّجٌ: قاشالانغان، چىتلانغان، ۋادەك بىلەن قورشالغان.

مُسَيَّحٌ مُخَطَّطٌ: يوللۇق، يولى بار (رەختنىڭ).

زُبْدَةٌ مُسَيَّحَةٌ: پىششىقلاپ ئېشلەنگەن سېرىقماي.

مُسَيِّرٌ: يول باشلىغۇچى.

مُسَيَّرٌ: يول-يول سىزىقلىق.

مُشْ: بولمايدۇ، ياق، ئەمەس. (يەرلىك شېۋە)

مُشْ لازِم: لازىم ئەمەس.

مَشَابِهٌ: ئوخشاش.

الْمُشَاةُ: پىيادە ئەسكەرلەر ئەترىتى.

مُشَاةُ الْبَحْرِيَّةِ: دېڭىز ئارمىيە قۇرۇقلۇق قىسمى.

سِلَاحُ الْمُشَاةِ: پىيادە قىسىم.

مُشَاتَمَةٌ: تىللىشىش، جېدەللىشىش.

مُشَاجَرَةٌ: تالاش-تارتىش قىلىشماق، جېدەللەشمەك.

مُشَاحَّةٌ: دەتالاش، جېدەل-ماجىرا.

لَا مُشَاحَّةَ فِي كَذَا: بەس-مۇنازىرىسىز، تالاش-تارتىشسىز.

مُشَاحَنَةٌ: دۈشمەنلەشمەك، ئۆچ كۆرمەك.

مُشَادَّةٌ ج مُشَادَّاتٌ: تالاش-تارتىش قىلماق، مۇنازىرە قىلماق.

جَرَتْ بَيْنَهُمَا مُشَادَّةٌ كَلَامِيَّةٌ: ئۇلارنىڭ ئارىسىدا گەپ تالىشىش بولدى.

مُشَارٌ إِلَيْهِ: يۇقىرىدا ئېيتىلغان، يۇقىرىدا بايان قىلىنغان.

مَشَارَةٌ ج مَشَاوِرُ: ئېرىلغۇ يەر.

مُشَارِزٌ: قوپال، قاتتىق، مىجەزى ئوسال.

مُشَارِكٌ: شېرىك، خىزمەتداش، جورا، يولداش، ئۈلپەت، ھەمراھ، ھەمكارلاشقۇچى، ئورتاقلاشقۇچى.

أُسْتَاذٌ مُشَارِكٌ: بەزى ئەرەب دۆلەتلىرى ئۇنىۋېرسىتېتلىرىدا پروفېسسور بىلەن دوتسېنت ئوتتۇرىسىدىكى بىر خىل ئىلمىي ئۇنۋان.

مُشَارَكَةٌ: قاتناشماق، ھەمكارلاشماق، ئورتاقلاشماق.

مُشَارَكَةُ الْأَتْرَاحِ وَالْأَفْرَاحِ: جاپادىمۇ، ھالاۋەتتىمۇ بىللە بولماق.

مِشَاطَةٌ: ساتىراشلىق.

مُشَاطِرٌ: قوشنا، ھەمراھ.

مُشَاغِبٌ: تارقاتقۇچى، يايغۇچى، ئىلان قىلغۇچى، ئومۇمىي، ئورتاق، بىللە، ئوخشاش.

مِلْكٌ مُشَاعٌ: تەڭ پايدىلىنىش ھوقۇقى.

مَشَاعِلِيٌّ ج مَشَاعِلِيَّةٌ: مەشئەل كۆتۈرگۈچى.

مُشَاعِيَّةٌ: كوممۇنا، يېزا.

الْمُشَاعِيَّةُ الْبَدَائِيَّةُ: ئىپتىدائىي كوممۇنا.

مُشَاغِبٌ: قالايمىقانچىلىق پەيدا قىلغۇچى، ئىغۋاگەر، جېدەل تېرىغۇچى.

مُشَاغَبَةٌ: ئىغۋاگەرلىك قىلماق، جېدەل ـ ماجىرا تېرىماق، قۇتراتماق.

مَشَاغِلُ: ئىش، خىزمەت.

لَدَيَّ مَشَاغِلُ كَثِيرَةٌ فِي هَذِهِ الْأَيَّامِ: مۇشۇ كۈنلەردە مېنىڭ ئىشىم جىق.

مُشَافَهَةٌ: سۆزلەشمەك.

مُشَافَهَةٌ: ئاغزاكى.

مُشَاقَّةٌ: چاچ تارىغاندا چۈشكەن چاچ.

مُشَاكَاةٌ: شىكايەت قىلماق.

مُشَاكَسَةٌ: جېدەللەشمەك، جاڭجاللاشماق.

مُشَاكَلَةٌ: ئوخشاپ كېتىدىغان، ئوخشاشلىق، ئىككى خىل ئاربلاشما رەڭ.

مُشَاكَهَةٌ: ئوخشاشلىق، ئوخشىماقلىق.

بَيْنَهُمَا مُشَاكَهَةٌ: ئۇلار ئوخشىشىپ كېتىدۇ.

مَشَالِ: ھامال ئىش ھەققى.

مُشَاهِدٌ: ئېكسكۇرسىيىچى، زىيارەتچى، كۆزدىن كەچۈرگۈچى.

مُشَاهَدٌ: كۆرگىلى بولىدىغان، كۆرۈنۈپ تۇرىدىغان.

مُشَاهَدَاتٌ .الْمُشَاهَدَاتُ: سەزگۈ ئەزالار بىلەن سەزگىلى بولىدىغان شەيئىلەر.

مُشَاهَدَةٌ: كۆزدىن كەچۈرمەك، ئېكسكۇرسىيە قىلماق.

الْمُكَاتَبَةُ نِصْفُ الْمُشَاهَدَةِ: خەت يېزىشىپ تۇرۇش يېرىم دىداردۇر.

مُشَاهَرَةٌ: ئايمۇئاي، ئاي بويىچە.

دَفْعُ الرَّوَاتِبِ بِمُشَاهَرَةٍ: ئاي بويىچە مائاش تارقىتىش.

مُشَاوَبٌ ج مَشَاوِبُ: شىشىنىڭ قېپى.

مُشَاوَرَةٌ: كېڭەش، كېڭەشمە، يىغىن.

مُشَايِعٌ: ھەمرەسكار، ھېرىسمەن.

بِالْمُشَايَلَةِ: ئۆلگۈچە ساتماق، توپ باھادا ساتماق.

مُشَايَنَةٌ: سەتلىمەك، ئەيىبلىمەك.

مِشَآةٌ ج مَشَاءٍ: سېۋەت.

مَشْأَمَةٌ ج مَشَائِمُ: سول، سول تەرەپ.

﴿وَأَصْحَابُ الْمَشْأَمَةِ مَا أَصْحَابُ الْمَشْأَمَةِ﴾ «قرآن»: (ئىككىنچى پىرقە) بەختسىز ئادەملەردۇر، بەختسىز ئادەملەر قانداق ئادەملەر؟

مَشْؤُوزٌ: ئەنسىز، خاتىرجەمسىز.

مَشْئُوفٌ: چۆچۈپ كەتكەن، ئالاقزادە بولۇپ كەتكەن، پۈتىغا چاقا چىقىپ قالغان.

مَشْئُومٌ: ئۇمىدسىزلىك، شۇملۇق ئالامىتى، يامانلىق ئالامىتى، شۇملۇق.

«رَجُلٌ مَشْؤُومٌ»: بىتەلەي ئادەم.

مِشْبَاحٌ: ئىككى كۆزلۈك فوتو ئاپپارات.

مُشَبَّحٌ: تۇتۇق.

الصُّوَرُ الْمُشَبَّحَةُ: ئېكراندىكى سۈرەت، نۇر بىلەن قايتۇرۇلغان سۈرەت.

مُشَبَّعٌ بِالْمَاءِ: سۇ تويۇپ كەتكەن.

مُشَبَّعٌ بِالْهَوَاءِ: ھاۋا ئۆتۈپ كەتكەن.

مُشَبَّكٌ: ئاربلاشقان، چىگىچلىشىپ كەتكەن، مۇرەككەپلىشىپ كەتكەن، پەنجىرە.

مُشَبَّمٌ: ئاغزى يۇمۇلغان.

مُشَبِّهَةٌ / الْمُشَبِّهَةُ: دىنىي پىرقە بولۇپ، ئۇلار

ئاللاھنى مەخلۇققا ئوخشىتىدۇ.

إِيَّاكَ وَالْمُشَبَّهَاتِ: تۇتۇق مەسىلىلەردىن ساقلان.

مَشْبَرٌ مَشْبَرَةٌ ج مَشَابِرُ: پەس ئېقىن.

مُشْبِعٌ: قانائەت قىلغۇچى؛ مول، باي، كۆپ.

مُشْبَعٌ: تويۇنغان.

جَوٌّ مُشْبَعٌ بِالرُّطُوبَةِ: نەم ھاۋا.

مِشْبَكٌ ج مَشَابِكُ: قىسقۇچ، مېدالىيون.

مِشْبَكُ الْغَسِيلِ: كىر يايىدىغان قىسقۇچ.

مِشْبَكُ الشَّعْرِ: چاپا. چاچ قىسقۇچ.

مِشْبَكُ الْوَرَقِ: قەغەز قىسقۇچ.

مُشْبِلٌ / اللَّبُؤَةُ الْمُشْبِلُ: كۈچۈكلىرىنى ئەگەشتۈرۈپ ماڭغان يولۋاس.

مَشْبُوبٌ م مَشْبُوبَةٌ ج مَشَابِيبُ: چېچەن، ئەقىللىق، ھوشيار .

مَشْبُوبٌ مِنَ الرِّجَالِ: ئەقىللىق، زېرەك، چېۋەر ئادەم.

نَارٌ مَشْبُوبَةٌ: يېنىۋاتقان ئوت، كۆيۈۋاتقان ئوت.

الْمَشْبُوبَتَانِ: ۋېنېرا ۋە مارس (يۇلتۇزلىرى).

مَشْبُوحُ الذِّرَاعَيْنِ: غولى كەڭ، بىلىكى توم.

مَشْبُولٌ مِنْ مَكَانٍ: ئارسلان كۆپ جاي، شىر بالىسى كۆپ جاي.

مَشْبُوهٌ ج مَشْبُوهُونَ: گۇمانلىق.

مَشْبُوهٌ بِهِ: يۈرۈش-تۇرۇشى گۇمانلىق ئادەم؛ گۇمانلىق ئادەم.

إِمْرَأَةٌ مَشْبُوهَةٌ: يۈقىرى دەرىجىلىك پاھىشە ئايال.

مَشْتَاةٌ ج مَشَاتٍ: قىشلاق، قىشلايدىغان جاي.

مُشْتَاعٌ: ھەمكارلاشقۇچى.

مُشْتَاقٌ: ئىشتىياق باغلىغۇچى، سېغىنغۇچى.

«فَأَتَيْتُ مُشْتَاقًا أَحِنُّ إِلَيْكَ مِنْ أَقْصَى بِلَادِ الصِّيْنِ مِنْ كَشْغَارٍ»: مەن جۇڭگونىڭ يىراق شەھىرى ــ قەشقەردىن ئۆزلىرىنى سېغىنىپ كەلدىم.

مُشْتَاقٌ إِلَيْهِ: سېغىنغان، سېغىنىشلىق.

مُشْتَبِهٌ: مۇجمەل، تۇتۇق.

مُشَتَّتٌ: پارچىلانغان، پارە-پارە قىلىۋېتىلگەن، چېچىلاڭغۇ، تارقاق.

مُشْتَدَحٌ: كەڭ زېمىن، ئورۇن.

لَكَ عَنْهُ مُشْتَدَحٌ: سېنىڭ تاللىشىڭغا ئورۇن بار.

مُشْتَرِعٌ: قانۇن چىقارغۇچى.

مُشْتَرِكٌ: رويخەتكە ئالدۇرۇپ قويغۇچى، تىزىمغا ئالدۇرۇپ قويغۇچى.

مُشْتَرَكٌ: ئورتاق، ئاممىباب؛ بىرلەشمە.

لَفْظٌ مُشْتَرَكٌ: مەنىداش سۆزلەر.

حَائِطٌ مُشْتَرَكٌ: تام قوشنا .

رَأْسُ الْمَالِ مُشْتَرَكٌ: دەسمايە ئورتاق.

رَأْيٌ مُشْتَرَكٌ: ئورتاق پىكىر.

الضِّمَانُ الْمُشْتَرَكُ: سۇغۇرتا شىركىتى.

السُّوقُ الْأُوْرُوبِيَّةُ الْمُشْتَرَكَةُ: ياۋروپا ئورتاق بازىرى.

مُشْتَرٍ: سېتىۋالغۇچى، خېرىدار.

إِزْدَحَمَ الْمَتْجَرُ بِالْمُشْتَرِيْنَ إِزْدِحَامًا شَدِيْدًا: تىجارەت ئورنى خېرىدارلار بىلەن قىستا-قىستاڭ بولۇپ كەتتى.

الْمُشْتَرِي: يۇپىتېر.

مُشْتَرًى ج مُشْتَرَيَاتٌ وَمُشْتَرَوَاتٌ: سېتىۋالىدىغان بۇيۇم .

مَكْتَبُ الْمُشْتَرَوَاتِ: سېتىۋېلىش ئورنى.

مُشْتَعِلٌ: يالقۇنلىغۇچى، كۆيگۈچى، يانغۇچى.

مُشْتَغِلٌ: ئەمگەكچى، ئالدىراش ئىشى بار، ئىرىشچان.

مُشْتَقٌّ ج مُشْتَقُّونَ: خام سۆز، ياسالما سۆز، كېلىپ چىققان.

مُشْتَكٍ: دەۋاگەر، شىكايەت قىلغۇچى.

مُشْتَكًى عَلَيْهِ: ئەرز قىلىنغۇچى، جاۋابكار .

مَشْتَلُ النَّبَاتِ ج مَشَاتِلُ: كۆچەتلىك، كۆچەتزارلىق.

مُشْتَمِلٌ: ئۆز ئىچىگە ئالغۇچى.
مُشْتَمَلَاتٌ: مەزمۇن، مەنە، كاتالوگ، مۇندەرىجە.
مُشْتَهَاةٌ: ئۆرمۈش قۇرۇشقا لايىق بولغان.
مُشْتَهٍ: ئارزۇ قىلغۇچى.
مُشْتَهٍ مَا لِغَيْرِهِ: ھەسەتخور.
مُشْتَهًى ج مُشْتَهَيَاتٌ: ئارزۇلۇق، نەپسىگە ياقىدىغان، تەملىك، مەززىلىك.
مَشْئُومٌ: تىللانغان، ھاقارەتلەنگەن.
مَشْتًى: قىشلاق، قىشلايدىغان جاي.
مَشَجَ يَمْشَجُ مَشْجًا الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: نەرسىنى ئارىلاشتۇردى.
مَشَجٌ ج أَمْشَاجٌ: ئارىلاشما، ئارىلاشما جىسىم، ئارىلاشما مادda، بىرىكمە مېكسىنورا، (بىرىكمە دورا).
﴿إِنَّا خَلَقْنَا الْإِنسَانَ مِن نُّطْفَةٍ أَمْشَاجٍ﴾ «قرآن»: شۈبھىسىزكى، بىز ئىنساننى ئارىلاشما مەنىدىن ياراتتۇق.
مُشْجَبٌ ج مَشَاجِبُ: كىيىم ئاسقۇچ.
مُشَجَّرٌ: دەرەخ رەسىمى چۈشۈرۈلگەن.
ثَوْبٌ مُشَجَّرٌ: دەرەخ رەسىمى چۈشۈرۈلگەن رەخت.
مَشْجَرٌ: دەرەخزارلىق، ئورمانلىق.
مَشْجِرٌ: دەرەخزارلىق.
مَكَانٌ مَشْجِرٌ: دەرەخزارلىق جاي.
مَشَحَ يَمْشَحُ مَشْحًا الْمَرِيضَ: كېسەل ئۆلۈپ كېتىشتىن بۇرۇن كېسەلنى مايلاش مۇراسىمى ئۆتكۈزدى، (كاتولىك دىنىدا).
مِشْحَاذٌ ج مَشَاحِيذُ: دۆڭ، تۆپىلىك.
مِشْحَجٌ: قۇلان، ياۋا ئېشەك.
مُشَحَّمٌ: سېمىز.
مِشْحَذٌ. مِشْحَذَةٌ ج مَشَاحِذُ: چاقلاش ئىستانوكى، بىلەي.
هَذَا الْكَلَامُ مِشْحَذَةٌ لِلْفَهْمِ: بۇ سۆز چۈشىنىشنى ئاسانلاشتۇرىدۇ.
مَشْجِرَةٌ ج مَشَاجِرُ: كوكس ئىشلەيدىغان جاي.
مِشْحَطٌ: بېدىش.
مُشْحِمٌ: مايلىق، ياغلىق.
مَشْحُوذٌ: پىچاق، قىلىچ، شەمشەر.
مَشْحُونٌ: تولدۇرۇلغان.
مَرْكَبٌ مَشْحُونٌ: يۈك پاراخوتى.
﴿فَأَنجَيْنَاهُ وَمَن مَّعَهُ فِي الْفُلْكِ الْمَشْحُونِ﴾ «قرآن»: بىز ئۇنى ۋە (ئادەملەر، ھايۋانلار بىلەن) لىق تولغان كېمىدە ئۇنىڭ بىلەن بىللە بولغانلارنى قۇتقۇزدۇق.
مَشْحُونَاتٌ: مال، يۈك.
مَشَخَّةٌ ج مَشَخَّاتٌ: ھاجەتخانا.
مُشَخِّصٌ: ئارتىس؛ ئىجرا قىلغۇچى، ئورۇنلىغۇچى.
مُشَخِّصَةٌ: ئايال ئارتىس.
مِشْخَلٌ. مِشْخَلَةٌ ج مَشَاخِلُ: سۈزگۈچ.
مِشْدَخٌ. مِشْدَخَةٌ ج مَشَادِخُ: يانجىش ماشىنىسى.
مِشَدٌّ ج مِشَدَّاتٌ: بەنداش.
مُشَدَّدٌ: تەكىتلەنگەن، كۈچەيتىلگەن.
حَرْفٌ مُشَدَّدٌ: تەشدىدلىك ھەرپ.
ظُرُوفٌ مُشَدَّدَةٌ: قىيىن شارائىت.
مُشْدِنٌ ج مَشَادِنُ: كىيىك ئوغلىقى.
مَشْدُودٌ: جىددىي، جىددىيلەشتۈرمەك، چىڭ.
مَشْدُوهٌ: ھاڭ-تاڭ بولۇپ قالغان، ھەيران قالغان.
مِشْذَبٌ: ئورغاق، دەرەخ پۇتاش قايچىسى، ئورمان قايچىسى.
مُشَذَّبٌ: پۇتىۋېتىلگەن، قىرقىۋېتىلگەن.
فَرَسٌ مُشَذَّبٌ: زور ئات.
مِشْرَاطٌ ج مَشَارِطُ وَمَشَارِيطُ: ئوپېراتسىيە پىچىقى.
مِشْرَاقٌ: كۈن چىقىدىغان جاي.
مَشْرَبٌ. مَشْرَبَةٌ ج مَشَارِبُ: ئىچىدىغان جاي؛ سۇ مەنبەسى؛ ھەۋەس، خۇشتار.

مَشْرَبُ الْقَهْوَةِ: قەھۋەخانا.

﴿قَدْ عَلِمَ كُلُّ أُنَاسٍ مَّشْرَبَهُمْ﴾ «قرآن»: ھەممە ئادەم (يەنى قەبىلە) ئۆزىنىڭ سۇ ئىچىدىغان ئورنىنى بىلدى.

مَشْرَبُ الْبِيرَةِ: پىۋا دۇكىنى.

مَشْرَبُ الرَّجُلِ: كىشىنىڭ مەسلىكى.

هَؤُلَاءِ قَوْمٌ اِخْتَلَفَتْ مَشَارِبُهُمْ: ئۇلار مەسلەكداش بولمىغان كىشىلەر.

مَشْرَبَةٌ: قاۋاقخانا.

مَشْرَبِيَّةٌ: لاپاسلىق بالكون.

مُشْرَجَعٌ: ئۇزۇن، ئۇزارتىلغان.

مَشْرَحَةٌ ج مَشَارِحُ: ئاناتومىيە، ئوپېراتسىيە ئۈستىلى.

مُشَرَّبٌ بِحُبِّ كَذَا: سۆيۈملۈك، ياخشى كۆرىدىغان.

مُشَرَّجٌ: كۆك سىيلىنغان، قوپال تىكىلگەن.

مُشَرِّحٌ: يارغۇچى، ئوپېراتسىيە قىلغۇچى؛ ئاناتومىك، ئاناتومىيە ئالىمى.

مُشَرَّدٌ: سۈرگۈن قىلىنغان، پالانغان، قوغلانغان؛ لۈكچەك.

مُشَرَّزٌ: قاتتىق چىگىلگەن، تىكىلگەن.

مُشَرَّسٌ: يىلتىز تارتقان.

مُشَرَّطٌ: دەز، چاك، يېرىق.

مُشَرِّعٌ ج مُشَرِّعُونَ: قانۇن چىقارغۇچى، قانۇن تۈزگۈچى.

رَاعَى الْمُشَرِّعُ فِي قَانُونِ الضَّرَائِبِ التَّخْفِيفَ عَنِ الطَّبَقَةِ الْكَادِحَةِ: قانۇن چىقارغۇچى ئەمگەكچىلەر ئۈستىدىكى باج قانۇنىنى يېنىكلىتىشنى كۆزدە تۇتقان.

مُشَرَّفٌ: ھۆرمەتلىك، ئىززەتلىك، قەدىرلىك، قەدىردان، مۆھتەرەم.

الْكَعْبَةُ الْمُشَرَّفَةُ: ھۆرمەتلىك كەئبە.

مُشَرْشَرٌ: چىشلىق.

مِشْرَطٌ: ئوپېراتسىيە پىچىقى.

مُشْرِفٌ ج مُشْرِفُونَ: باشقۇرغۇچى.

مُشْرِفٌ عَلَى الْعَمَلِ: نازارەتچى.

مُشْرِفٌ عَلَى الْمَكَانِ: ئېگىزدىن قارىغۇچى.

مُشْرِفٌ عَلَى الْمَوْتِ: سەكراتتا چۈشۈپ قالغۇچى، ھالاكەتكە يۈزلەنگۈچى.

مُشْرِفٌ اِجْتِمَاعِيٌّ: ئىجتىمائىي ئىشلار رىياسەتچىسى.

مُشْرِفٌ تَرْبَوِيٌّ: تەربىيە رىياسەتچىسى.

دَخَلَ الْمُدَرِّسُ الْمُشْرِفُ الْفَصْلَ: مەسئۇل ئوقۇتقۇچى سىنىپقا كىردى.

مُشْرَفٌ ج مَشَارِفُ: بالكون، ئايۋان، پېشايۋان.

مَشَارِفُ الْأَرْضِ: ئېگىزلىكلەر، ئېگىز يەرلەر.

مَشَارِفُ الْمَدِينَةِ: شەھەر ئەتراپى.

حَلُّوا مَشَارِفَ الْأَرْضِ: زېمىننىڭ ئېگىز جايلىرىغا چۈشۈشكلار.

سَيْفٌ مَشْرَفِيٌّ: يەمەندە سوقۇلغان قىممەتلىك قىلىچ.

مَشْرِقٌ: كۈن چىقىدىغان جاي.

مَشْرِقٌ ج مَشَارِقُ: شەرق، شەرق تەرەپ.

فِي مَشَارِقِ الْأَرْضِ وَمَغَارِبِهَا: شەرق ۋە غەربتە، پۈتۈن دۇنيادا.

﴿لَيْسَ الْبِرَّ أَن تُوَلُّوا وُجُوهَكُمْ قِبَلَ الْمَشْرِقِ﴾ «قرآن»: سىلەرنىڭ كۈن چىققان ۋە كۈن پاتقان تەرەپكە يۈز كەلتۈرۈشۈڭلارنىڭ ئۆزىلا ياخشى ئەمەلگە ياتمايدۇ.

مُشْرِقٌ: يالتىراق، پارقىراق، نۇر چېچىپ تۇرىدىغان، نۇرلۇق؛ يورۇتقۇچى.

﴿فَأَخَذَتْهُمُ الصَّيْحَةُ مُشْرِقِينَ﴾ «قرآن»: كۈن چىقار ۋاقتىدا ئۇلارغا قاتتىق چۇقان يۈزلەندى.

الْمَشْرِقَانِ: شەرق بىلەن غەرب.

﴿يَا لَيْتَ بَيْنِي وَبَيْنَكَ بُعْدَ الْمَشْرِقَيْنِ فَبِئْسَ الْقَرِينُ﴾ «قرآن»: كاشكى سەن بىلەن مېنىڭ ئارامدا

شەرق بىلەن غەربنىڭ ئارىسىدىكى ئارىلىق بولسا ئىكەن، سەن نىمىدېگەن يامان ھەمراھ.

مَشْرِقَةٌ: كۈن چىقىدىغان جاي.

مَشْرِقِيٌّ ج مَشَارِقَةٌ: شەرقلىق.

جَرَفٌ مَشْرِقِيٌّ: شەرق تەرەپ.

مُشْرِكٌ: خۇداغا شېرىك كەلتۈرگۈچى، بۇتپەرەس، مۇشرىك.

﴿وَلَعَبْدٌ مُّؤْمِنٌ خَيْرٌ مِّن مُّشْرِكٍ وَلَوْ أَعْجَبَكُمْ﴾ «قۇرئان»: (ھۆر) مۇشرىك ئەرلەر سىلەرنى مەيتۈن قىلغان تەقدىردىمۇ مۆئمىن قۇل ئەلۋەتتە ئۇنىڭدىن ئارتۇقتۇر.

مُشْرِكِيٌّ: خۇداغا شېرىك كەلتۈرگۈچى، بۇتپەرەس، مۇشرىك.

مَشْرُوبٌ ج مَشْرُوبَاتٌ: ئىچىملىكلەر.

مَشْرُوبٌ رُوحِيٌّ: ھاراق.

طَلَبَ مَشْرُوبًا: (مەيلى سوغۇق بولسۇن، مەيلى قىزىق بولسۇن) ئۇسسۇزلۇق تەلەپ قىلدى.

مَشْرُوبَاتٌ رُوحِيَّةٌ / مَشْرُوبَاتٌ كُحُولِيَّةٌ: ئىسپىرتلىق ئىچىملىكلەر، مەست قىلغۇچى ئىچىملىكلەر.

مَشْرُوبَاتٌ مُرَطِّبَةٌ: سوغۇق ئىچىملىكلەر.

مَشْرُوبَاتٌ وَمَأْكُولَاتٌ: ئىچىملىكلەر ۋە يېمەكلىكلەر.

مَشْرُوخٌ: چىقىلغان، دەز كەتكەن، يېرىلغان.

مَشْرُوعٌ ج مَشْرُوعَاتٌ وَمَشَارِيعُ: پىلان، لايىھە؛ ئىش؛ كارخانا؛ قانۇنلۇق، توغرا.

مَشْرُوعٌ قَانُونٌ: تەكلىپ، تەكلىپ لايىھىسى، قانۇن، قانۇن لايىھىسى.

مَشْرُوعٌ كَهْرَبَةٌ: سۇ ئېلېكتر ئىستانسىسى.

بَاعِثٌ مَشْرُوعٌ: مۇددىئاسى ئېنىق.

غَيْرُ مَشْرُوعٍ: قانۇنسىز، قانۇنسىزلىق.

نَفَذَ الْمَشْرُوعَ بِكُلِّ دِقَّةٍ: قانۇننى ئەستايىدىللىق بىلەن ئىجرا قىلدى.

عَرَضَ الْمَشْرُوعَ عَلَى مَجْلِسِ الْإِدَارَةِ: ئىدارە ھەيئىتىگە پىلاننى سۇندى.

اَكْسِبْ رِزْقَكَ بِالطُّرُقِ الْمَشْرُوعَةِ: رىزقىڭنى قانۇنىي يوللار بىلەن قولغا كەلتۈر.

مَشْرُوعِيَّةٌ: كارخانا؛ ئىش، پىلان، قانۇنلۇق، قانۇنىي تۈزۈم.

تَنْظُرُ الْمَحْكَمَةُ الْعُلْيَا فِي مَشْرُوعِيَّةِ قَانُونِ الْأَحْزَابِ: يۇقىرى سوت پارتىيىلەر قانۇنىنىڭ قانۇنلۇق ئىكەنلىكىنى قاراپ چىقماقتا.

مَشَّ يَمُشُّ مَشًّا الْعَظْمَ: شورىدى، سۈمۈردى.

مَشَّ الشَّيْءَ فِي الْمَاءِ: نەرسىنى سۇغا چىلىدى، نەملىدى، ھۆللىدى.

مَشَّ مَالَ فُلَانٍ: پالانىنىڭ مېلىنى ئاستا ـ ئاستا ئالدى.

مَشَّاءٌ: يەلتاپان، شاتۇر، تۆھمەتخور، بوھتان چاپلىغۇچى، قارىلىغۇچى، غەيۋەتخور، ئىغۋاگەر، سۆخەنچى.

﴿هَمَّازٍ مَّشَّاءٍ بِنَمِيمٍ﴾ «قۇرئان»: «غەيۋەتخور، سۆخەنچى، بېخىل».

«رِيَاضِيٌّ مَشَّاءٌ»: يۈگۈرۈش تەنھەرىكەتچىسى.

الْمَشَّاؤُونَ: ئورۇستو تىلىنىڭ شاگىرتلىرى.

مَشَّائِيَّةٌ: ئورۇستو پەلسەپىسى.

مَشَّاطٌ ج مَشَّاطُونَ: تارغاق ياسىغۇچى.

مَشَّايَةٌ: پايانداز.

مَشَّطَ يُمَشِّطُ تَمْشِيطًا الْمَكَانَ: تەكشۈردى، چارلىدى، ئىزدىدى، ئاختۇردى.

مَشَّطَ الْجُنُودُ مَكَانَ الثُّوَّارِ: ئەسكەرلەر قوزغىلاڭچىلار يوشۇرۇنۇۋالغان جاينى ئاختۇردى.

مَشَّطَ الشَّعْرَ: چاچ تارىدى.

مَشَّقَ يُمَشِّقُ تَمْشِيقًا الْإِبِلَ: تۆگىنى ئوتلاتتى.

مَشَّى يُمَشِّي تَمْشِيَةً: ماڭدۇردى، ماڭغۇزدى، يۈگۈرتتى، كۆپ ماڭدى.

مَشَّى الْبَطْنَ: ئىچىنى سۈرگۈزدى.

تُمَشِّي الْأُمُّ صَبِيَّهَا: ئانا بالىسىنى ماڭغۇزماقتا.

مَشَطَ يَمْشُطُ / يَمْشِطُ مَشْطًا الشَّعْرَ: باش تارىدى، چاچ تارىدى.

«مَشَطَتِ الْمَرْأَةُ شَعْرَهَا»: ئايال بېشىنى تارىدى.

مَشَطَ الْأَرْضَ: يەرگە سۈرەم سالدى.

مُشْطٌ وَمِشْطٌ ج أَمْشَاطٌ: تارغاق، توقۇش ماشىنىسى.

مُشْطُ الْكَمَنْجَةِ أَوِ الْعُودِ: خەرەك.

«النَّاسُ سَوَاسِيَةٌ كَأَسْنَانِ الْمُشْطِ»: كىشىلەر تارغاق چىشىدەك باپباراۋەر.

مُشْطُ الرِّجْلِ: پۇتنىڭ يۈزىدىكى تومۇرلار .

مِشْطَةٌ: چوتكا، يۇڭ تاراش ماشىنىسى، يۇڭ تارايدىغان تارغاق ، پاختا ئېتىش ماشىنىسى.

مَشْطُوْدٌ: پارچىلانغان، بۆلۈنگەن، تەقسىم قىلىنغان.

مُشْطِيٌّ: تارغاقسىمان ، تارغاقتەك ، تارغاقنىڭ چىشلىرىغا ئوخشاش، تارغاقسىمان جىسىم.

مَشَعَ يَمْشَعُ مَشْعًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئوغرىلىدى.

مَشَعَ الْقَصْعَةَ: تاۋاقتىكى ھەممىنى يەپ بولدى.

مَشَعَ فُلَانًا بِالْحَبْلِ: پالاننى ئارغامچا بىلەن ساۋىدى.

مَشَعَ الْقُطْنَ: پاختا ئاتتى.

مَشَعَ الْغَنَمَ: قوينى ساغدى.

مَشَعَ بِبَوْلِهِ: سىيدى، سىيىۋەتتى.

مِشْعَارٌ: ئانتىپنا .

مِشْعَاعٌ ج مَشَاعِيعُ: رادىئوئاكتىپلىق نۇر.

تَصْوِيرٌ مِشْعَاعِيٌّ: رادىئوئاكتىپلىق نۇر ئارقىلىق سۈرەتكە ئېلىش.

مِشْعَالٌ ج مَشَاعِلُ وَمَشَائِيلُ: سۈزگۈچ، تور.

مُشْعَانٌ: چۇۋۇلۇپ كەتكەن.

مَشْعَبٌ ج مَشَاعِبُ: يول.

مِشْعَبٌ ج مَشَاعِبُ: جۇۋالدۇرۇز، بىگىز.

مُشَعْبِذٌ: سېھىرگەر، جادۇگەر.

مَشْعَرٌ ج مَشَاعِرُ: سەزگۈ ئەزاسى؛ مۇقەددەس جاي.

﴿فَاذْكُرُوا اللَّهَ عِندَ الْمَشْعَرِ الْحَرَامِ﴾ «قرآن»: مەشئەرى ھەرەمدە (يەنى مۇزدەلىپىدە) ئاللاھنى ياد ئېتىڭلار.

مَشَاعِرُ الْحَجِّ: ھەج ئەركانلىرى، ھەج ئەمەللىرى.

مُشْعَرٌ: يۇڭلۇق، مويلۇق.

مُشْعَرَانِيٌّ: يۇڭلۇق، مويلۇق.

مُشَعْشِعٌ: سۇيۇقلاندۇرۇلغان.

مُشَعْشَعَةٌ: سۇيۇقلاندۇرۇپ ئىشلەنگەن.

مُشِعٌّ: نۇر چاچقۇچى.

عُنْصُرٌ مُشِعٌّ: نۇر چاچقۇچى ئېلېمېنت .

مِشَعٌّ: نۇر ئۆلچىگۈچ.

مِشْعَلٌ ج مَشَاعِلُ: سۈزگۈچ، تور.

مَشْعَلٌ . مَشْعَلَةٌ ج مَشَاعِلُ: مەشئەل، ئوتقاش.

مُشْعِلٌ: ئوت ياققۇچى، ئوت قويغۇچى.

مُشْعِلُو نِيرَانِ الْحَرْبِ: ئۇرۇش جىنايەتچىلىرى.

مُشَعْوِذٌ ج مُشَعْوِذُوْنَ: سېھىرگەر، جادۇگەر.

مُشَعْوَذٌ: جادۇ قىلىنغان، سېھىر قىلىنغان.

مَشْعُوْرٌ: چاك كەتكەن، ئازراق يېرىلغان.

إِنَاءٌ مَشْعُوْرٌ: دەز كەتكەن قاچا.

مَشْعُوْرُ الْعَقْلِ: ئەقلىدىن ئازغان.

مَشْعُوْنٌ: چېچىلىپ كەتكەن، چۇۋۇلۇپ كەتكەن.

شَعْرٌ مَشْعُوْنٌ: چۇۋۇلۇپ كەتكەن چاچ.

مَشْغَلٌ ج مَشَاغِلُ: ئىش مەيدانى، ئىشخانا؛ ئىشقا ئورۇنلاشتۇرۇش ئورنى.

مَشْغَلَةٌ ج مَشَاغِلُ: كەسىپ، ئىش، خىزمەت، ئەمگەك.

مَشْغُوْفٌ بِهِ: قىزغىن مۇھەببەت، مەستانە، قاتتىق كۆيۈپ قالغۇچى.

مَشْغُولٌ ج مَشْغُولَاتٌ: ئىشى بار، ئىشى ئالدىراش؛ يىششىق.

مَشْغُولُ الْبَالِ: بىسەرەمجان، ئەندىشىلىك، پاراكەندە.

حَدِيدٌ مَشْغُولٌ: تۆمۈر، يىششىق تۆمۈر، تاۋلانغان تۆمۈر.

ثَوْبٌ مَشْغُولٌ: كەشتىلەنگەن كىيىم.

مَنْصَبٌ مَشْغُولٌ: ئىگىسى بار ئورۇن.

هَاتِفٌ مَشْغُولٌ: سۆزلىشىۋاتقان تېلېفون.

رَجُلٌ مَشْغُولٌ: قولىدا ئىشى بار ئادەم، ئالدىراش ئادەم.

أَنَا مَشْغُولٌ مَسَاءَ الْيَوْمِ: بۈگۈن ئاخشام ئىشىم بار.

إِمْرَأَةٌ مَشْغُولَةٌ: ئەرلىك ئايال.

مَشْغُولَاتٌ: مەھسۇلات، تەييار مەھسۇلات.

الْمَشْغُولَاتُ الذَّهَبِيَّةُ: ئالتۇن جابدۇقلار.

مَشْغُولِيَّةُ الْبَالِ: ئەندىشە، غەم - غۇسسە، ئەنسىزلىك؛ ئىستەك، تىلەك، ئۈمىد، ھېسداشلىق.

مُشْفِرٌ: ئاغزىنى دومسايتقۇچى، ئاغزىنى ئۈمچەيتكۈچى.

مِشْفَرٌ ج مَشَافِرُ: كۆچىلىك، پۇختا، مۇستەھكەم؛ بىر پارچە زېمىن ياكى قۇملۇق يەر؛ تۆگىنىڭ تۆۋەن كالپۇكى.

مُشْفَشِفٌ: مىجەزى ئوسال.

مُشَفِّعٌ: شاپائەت قىلغۇچى.

مُشَفَّعٌ: شاپائىتى قوبۇل قىلىنىدىغان.

مُشْفِقٌ ج مُشْفِقُونَ: كۆيۈمچان، قورققۇچى.

كَانَ مُشْفِقًا عَلَى أُمِّهِ الْمَرِيضَةِ: كېسەل ئانىسىغا كۆيۈمچانلىق قىلدى.

﴿قَالُوا إِنَّا كُنَّا قَبْلُ فِي أَهْلِنَا مُشْفِقِينَ﴾ «قۇرئان»: بىز ھەقىقەتەن (دۇنيادىكى چاغدا) ئائىلىمىزدە (ئاللاھنىڭ ئازابىدىن) قورقاتتۇق.

مِشْقَلَةٌ ج مَشَاقِلُ: قوۋم خالتىسى، تاشلىق (قۇشنىڭ تاشلىقى).

مَشْقُوعٌ: ساراڭ، مەجنۇن.

إِمْرَأَةٌ مَشْقُوعَةٌ: كۆز تەگكەن ئايال.

مَشْقُوفٌ: بەدىنىگە چاقا چىقىپ قالغان ئادەم.

مَشْقًى ج مَشَاقٍ: داۋالاش مۇئەسسەسەلىرى.

مَشَقَ يَمْشُقُ مَشْقًا الْأَكْلَ: ھاپىلا - شاپىلا يېدى.

مَشَقَ الشَّيْءَ: نەرسىنى سوزدى.

مَشَقَ الشَّعْرَ: چاچنى تارىدى.

مَشَقَ فِي الْكِتَابَةِ: خەتنى تارتىپ-تارتىپ يازدى.

مُشِقَ الشَّخْصُ: چىنىقتى.

مَشَقَتِ الْإِبِلُ فِي سَيْرِهَا: تۆگە تېز ماڭدى.

مَشْقٌ: مىسال، قائىدە؛ ئۈلگە، تۆمۈر ئوكسىدى، قىزىل توپا.

مِشْقٌ: ئېگىز بويلۇق، زىلۋا بويلۇق، غۇنچە بويلۇق.

مَشْقًا ج مَشَاقِيُّ: چاچنىڭ ئايرىلىدىغان جايى.

مِشْقًا ج مَشَاقِيُّ: تارغاق.

مَشْقِيَّةٌ: ئۈرچۈق، يىڭ، موكا.

مِشْقَةٌ: پارچە تاختا، كونا كىيىم.

مَشَقَّةٌ ج مَشَاقٌّ وَمَشَقَّاتٌ: مۇشكۇل، تەس، مۇشەققەت، قىيىنچىلىق، ئېغىرچىلىق، جاپا.

يَجِبُ أَنْ تَتَحَمَّلَ مَشَقَّاتِ السَّفَرِ: سەپەرنىڭ مۇشەققەتلىرىگە چىدىشىڭ كېرەك.

مُشَقَّرٌ: چوڭ قاچا.

مُشَقِّصٌ: قاسساپ، پوكانچى.

مِشْقَنٌ ج مَشَاقِنُ: سۆرەم، تولۇق.

مَشْقُوقٌ: دەز، چاك، يېرىق.

مِشْكَاةٌ ج مَشَاكٍ: چاۋەن، چىراغ قويىدىغان تەكچە، تۈيۈق، چىراغپاي.

﴿كَمِشْكَاةٍ فِيهَا مِصْبَاحٌ﴾ «قۇرئان»: (چىراغ قويىدىغان) تەكچىگە ئوخشايدۇ، ئۇنىڭدا

چىراغ باردۇر.

مِشْكَارٌ ج مَشَاكِيْرُ: سۈتلۈك ھايۋان.

مِشَكٌّ ج مَشَاكٌّ: ئۇشكە.

مُشَكَّلٌ: ھەرخىل، خىلمۇخىل، ھەر تۈرلۈك.

كَلِمَاتٌ مُشَكَّلَةٌ: ھەرىكىلىك سۆزلەر.

فَوَاكِهُ مُشَكَّلَةٌ: خىلمۇخىل مېۋىلەر.

مُشْكِلٌ . مُشْكِلَةٌ ج مَشَاكِلُ وَمُشْكِلاَتٌ: قىيىن مەسىلە، قىيىن ۋەزىيەت، مۇشكۇل ئىش؛ تۇتۇق، مۈجمەل، قىيىن، تەس، مۇشكۇلچىلىك.

أَمْرٌ مُشْكِلٌ: تەس ئىش.

خُنْثَى مُشْكِلٌ: جىنسى تەۋەلىكى مۈجمەل قوش جىنسلىقلار.

مُشْكِلَةُ الشَّرْقِ الأوسط: ئوتتۇرا شەرق مەسىلىسى.

مُشْكِلَةُ الْمُرُوْرِ: قاتناش مەسىلىسى.

حَدَثَتْ مُشْكِلاَتٌ: مەسىلە تۇغۇلدى.

مَشْكُوْرٌ: مەدھىيىلەنگەن، رەھمەتكە ئېرىشكۈچى، تەشەككۈرگە سازاۋەر بولغۇچى.

﴿فَأُولَئِكَ كَانَ سَعْيُهُم مَّشْكُوراً﴾ «قرآن»: مۇنداق ئادەملەرنىڭ قىلغان ئەمەلى (ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا) قوبۇل بولىدۇ.

مَشْكُوْكٌ فِيْهِ: شەك بار، گۇمانلىق.

مَشْكُوْكٌ فِي أَمْرِهِ: يۈرۈش - تۇرۇشى گۇمانلىق.

مَشْكُوٌّ عَلَيْهِ: ئەرز قىلىنغان، جاۋابكار.

مَشْكِيٌّ عَلَيْهِ: ئەرز قىلىنغان، جاۋابكار.

مَشْلَحٌ: ئۇخلاش كىيىمى، پەرداز كىيىمى؛ ئەرەب يەكتىكى.

مِشَلٌّ ج مَشَالٌّ: تېز، ئىتتىك، شارپا.

رَجُلٌ مِشَلٌّ: ھەرىكىتى تېز ئادەم، چىققىشقاق ئادەم.

مُشَلَّجٌ: گىرىمخانا، كىيىم يۆتكەش ئۆيى.

مَشْلُوْلٌ: پالەچ.

مَشْلُوْمٌ: گاڭگىراپ قالغان، ھاڭ - تاڭ قالغان.

مُشْمَئِزٌّ: يامان كۆرگۈچى، نەپرەتلەنگۈچى.

مُشْمَخِرٌّ: تەكەببۇر، ھاكاۋۇر، مۇغەمبەر: ئېگىز تاغ.

مُشْمَخِرٌّ: ئېگىز تاغ.

مَشْمَسَةٌ: قۇياش ۋاننىسى، ئاپتاپ ئىسسىندىغان جاي.

مِشْمِشٌ . مُشْمُشٌ: ئۆرۈك.

شَجَرَةُ مِشْمِشٍ: ئۆرۈك دەرىخى.

مِشْمِشٌ لَوْزِيٌّ أَوْ حَمَوِيٌّ: مېغىزلىق ئۆرۈك.

مِشْمِشٌ كِلاَبِيٌّ: مېغىزى ئاچچىق ئۆرۈك.

مُرَبَّى الْمِشْمِشِ: ئۆرۈك مۇرابباسى.

مِشْمِشَةٌ ج مِشْمِشَاتٌ: بىر ئۆرۈك، بىر دانە ئۆرۈك.

مِشْمِشِيٌّ: ئۆرۈك رەڭگىدە.

ثَوْبٌ مِشْمِشِيٌّ: ئۆرۈك رەڭلىك رەخت.

مُشْمَعِلٌّ: تارقىلىپ كەتكۈچى، جانلىق، تېتىك.

مِشَمٌّ: بۇرۇن، پۇراش ۋە سىزىش ئەزاسى.

مُشَمِّرٌ: تىرىشچان، پىشقان، ماھىر.

مُشَمَّعٌ ج مُشَمَّعَاتٌ سۈركەلگەن، بويالغان، سۈرتۈلگەن.

مُشَمَّعُ الْفَرْشِ: پلاستىر، شىلىملىق رەخت (جاۋبو).

مَشْمُوْسٌ: كۈن نۇرى، كۈن، ئاپتاپ، كۈننىڭ.

مَشْمُوْلٌ: ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان، تەركىبىدە بار.

مَشْمُوْلٌ بِرِعَايَتِهِ: ئۇنىڭ غەمخورلۇقى ئاستىدا.

مَشْمُوْمٌ: خۇشبۇي، خۇش پۇراق، خۇش ھىد.

مَشْمُوْمَاتٌ: خۇش پۇراق گۈللەر.

مَشْنَأٌ: قەبىھ، سەت.

مَشْنَأَةٌ: ئۆچمەنلىك، يىرگىنچلىك، نەپرەتلىك.

مَشْنَقَةٌ ج مَشَانِقُ: دارغا ئېسىش مەيدانى.

مِشْنَقَةٌ ج مَشَانِقُ: دار (ئاسىدىغان دار).

مِشَنَّةٌ ج مِشَنَّاتٌ: سېۋەت.

مُشَنَّجٌ: قورۇق، قورۇلۇپ قالغان.

مَشْنُوْءٌ: دۈشمەن تۇتۇلغان، ئۆچ كۆرۈلگەن.

مَشْئُوٌّ مَنْ يَشْنَؤُكَ: يامانلىق ئۆزىگە يانىدۇ (مەسەل).

مَشْنُوقٌ: دارغا ئېسىلغان، دارغا ئېسىلغۇچى.

مَشْهَدٌ ج مَشَاهِدُ: يىغىن، سورۇن؛ شېھىت بولغان جاي؛ مازار؛ شېھىتنىڭ قەبرىسى؛ كۆرۈنۈش، مەنزىرە؛ يىغىن مەيدانى؛ خاتىرە تاش، خاتىرە تاختا.

عَلَى مَشْهَدٍ مِنَ النَّاسِ: ئامما ئالدىدا، جامائەت ئالدىدا.

﴿فَوَيْلٌ لِّلَّذِينَ كَفَرُوا مِن مَّشْهَدِ يَوْمٍ عَظِيمٍ﴾ «قرآن»: بۈيۈك (يەنى قىيامەت) كۈنى كەلگەن چاغدا كاپىرلارغا ۋاي.

تَكَلَّمَ عَلَى مَشْهَدٍ مِنَ الْجَمِيعِ: چوڭ يىغىندا سۆزلىدى.

شَهِدَ الْمَشَاهِدَ كُلَّهَا: ئۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن پۈتۈن غازاتلارغا قاتناشقان.

مَشْهَدٌ غِنَائِيٌّ: بىر مەيدان ناخشا.

مَشَاهِدُ الْمَدِينَةِ: شەھەر مەنزىرىلىرى.

مَشَاهِدُ مَكَّةَ: مەككىدىكى يىغىلىدىغان جايلار.

مَشْهَدٌ طَبِيعِيٌّ: تەبىئىي مەنزىرە.

مَشْهَدَةٌ: مەجلىس ئورنى، يىغىن زالى؛ خاتىرە تاش.

مُشَهٍّ ج مُشَهِّيَاتٌ: ئازۇنىمەت، ئىشتىھالىق، ئىشتەھىنى قوزغىغۇچى.

مُشَهَّرٌ: يامان ئاتاقلىق.

مَشْهُودٌ: تىلغا ئېلىشقا ئەرزىيدىغان.

يَوْمٌ مَشْهُودٌ: خاتىرە كۈن، بايرام، قۇتلۇق كۈن.

مَشْهُودٌ لَهُ بِالْكَفَاءَةِ: قابىلىيەتلىكلىك، لاياقەتلىك، موۋۇقلۇق.

الْمَشْهُودُ: جۈمە كۈنى.

الْيَوْمُ الْمَشْهُودُ: قىيامەت كۈنى ياكى جۈمە كۈنى.

﴿إِنَّ قُرْآنَ الْفَجْرِ كَانَ مَشْهُوداً﴾ «قرآن»: (كۈندۈزنىڭ ۋە كېچىنىڭ پەرىشتىلىرى) چوقۇم بامدات نامىزىدا ھازىر بولىدۇ.

مَشْهُودَاتٌ: كۆرگەن، بىلگەن ئىشلار.

مَشْهُورٌ ج مَشَاهِيرُ: مەشھۇر، ئاتاقلىق، شۆھرەت قازانغان.

شَخْصٌ مَشْهُورٌ: داڭدار ئەرباب.

عَلَى الْمَشْهُورِ: ئادەتتىكى كۆز قاراش بويىچە، ئامىنىڭ كۆز قارىشى بويىچە.

مَشْهُومٌ: زېرەك، چېچەن؛ قورقۇپ كەتكەن، چۆچۈپ كەتكەن.

مِشْوَارٌ ج مَشَاوِيرُ: سەپەر، ساياھەت، ئالۋان، ھاشار، ۋەزىپە.

مِشْوَارُ الْآلَةِ: تاكت (دۋىگاتېل).

عَلَيَّ مِشْوَارٌ ضَرُورِيٌّ: مېنىڭ جىددىي ئىشىم بار.

مِشْوَالٌ ج مَشَاوِيلُ: كىران؛ كۆتۈرۈلگەن قورام تاش.

مَشُوبٌ: ئارىلاشتۇرۇلغان؛ بويالغان.

حُكْمُكَ مَشُوبٌ بِالتَّحَيُّزِ: سېنىڭ قىلغان ھۆكۈمىڭدە بىر تەرەپلىمىلىك بار.

مِشْوَذٌ ج مَشَاوِذُ: پادىشاھ، داھىي، باشلىق، خوجايىن؛ سەللە.

مَشُورٌ: زىننەتلەنگەن، بېزەلگەن.

مَشُورَةٌ ج مَشُورَاتٌ: مەسلىھەت، پىكىر؛ نەسىھەت؛ تەكلىپ، يولىيورۇق.

بِمَشُورَةِ الْأَطِبَّاءِ: دوختۇرلارنىڭ مەسلىھەتى بويىچە.

غُرْفَةُ الْمَشُورَةِ: مەجلىسخانا.

عَلَيْكَ بِالْمَشُورَةِ فِي كُلِّ أُمُورِكَ: ھەممە ئىشىڭنى مەسلىھەت بويىچە قىلىشىڭ كېرەك.

مَشُوزٌ: ئەنسىز، خاتىرجەمسىز.

مُشَوْشِطٌ: قاسىرماق، قازاندا كۆيۈپ كەتكەن تاماق.

مَشُوفٌ: بېزەلگەن، پارقىرتىلغان.

مَشُوقٌ: كۆيـۈپ قـالغۇچى، سـېغىنغۇچى، خۇشـتار بولغۇچى، مەشۇق.

مِشْوَلٌ ج مَشَاوِلُ: كىچىك ئورغاق، ئوتىغۇچ.

مَشَوٌّ . مَشُوٌّ: سۈرگە دورىسى.

مُشَوَّشٌ: قالايمىقان.

مُشَوَّشُ الْفِكْرِ: قىيىن ئەھۋالدا قـالغۇچى، چارىسىز قالغۇچى، ھالى خاراب.

كَلَامٌ مُشَوَّشٌ: قالايمىقان سۆز.

عِبَارَةٌ مُشَوَّشَةٌ: باغلاشمايدىغان جۈملە.

مُشَوِّقٌ: زوقلانـدۇرغۇچى، جەلـپ قىلغـۇچى، مەپتۇن قىلغۇچى.

مُشَوِّقَاتٌ: قىسسەلەرنىڭ قىزىقارلىق جايلىرى.

مُشَوَّهٌ: مېيىپ، مەجرۇھ؛ سەتلەشتۈرۈلگەن.

مُشَوَّهُ الْحَرْبِ: ھەربىي مەجرۇھ.

مَشْوِيٌّ: پىشۇرۇلغان، كاۋاپ قىلىنغان.

أُقَدِّمُ لَكُمْ لَحْمًا مَشْوِيًّا فِي الْعِشَاءِ: كەچلىك تاماقتا سىلەرگە پىشۇرۇلغان گۆش بېرىمەن.

مَشَى يَمْشِي مَشْيًا الشَّخْصُ: ماڭدى، يۈردى.

مَشَى عَلَى الْأَقْدَامِ: پىيادە ماڭدى، ياياق ماڭدى.

مَشَى بِالنَّمِيمَةِ: گەپ توشـۇدى، سـۇخەنچىلىك قىلدى.

مَشَى عَلَى آثَارِهِ: ئۇنىڭ ئىزىدىن ماڭدى.

مَشْيٌ: ماڭماق، يۈرمەك.

مَشْيًا عَلَى الْأَقْدَامِ: پىيادە ماڭماق، ياياق ماڭماق.

مَشَيَانٌ: ماڭماق، يۈرمەك.

مَشِيئَةٌ: ئىرادە، خاھىش.

بِمَشِيئَةِ اللّٰهِ: ئاللاھنىڭ خاھىشى بويىچە .

مَشِيبٌ: قېرىلىق.

بَلَغَ فُلَانٌ الْمَشِيبَ: پالانى قېرىلىق يەتتى.

مِشْيَةٌ: مېڭىش شەكلى.

مِشْيَتُهُ كَالْبَطَّةِ: ئۇ ئۆردەكتەك ماڭىدۇ.

«مِشْيَةُ السَّكْرَانِ»: مەستتەك مېڭىش.

مَشِيجٌ ج أَمْشَاجٌ: ھـۆجەيرە، كىلىنكا؛ جىنسىي ئەزا، جىنسىي ئورگـان، نەسـىل قالـدۇرۇش ئەزاسى.

مُشِيحٌ: كۈنلەمچى؛ ئىرادىلىك.

مَشِيدٌ: قۇرۇلغان، ياسالغان، بىنا قىلىنغان.

﴿وَبِئْرٍ مُعَطَّلَةٍ وَقَصْرٍ مَشِيدٍ﴾ «قرآن»: نۇرغـۇن تاشلاندۇق قۇدۇقلار ۋە ئېگىز ئىمارەتلەر.

مُشِيرٌ: يـول باشـلىغۇچى؛ نەسىھەت قىلغـۇچى؛ مارشال.

مَشِيطٌ: تارالغان.

مَشِيقٌ: ئېگىـز بويلـۇق، زىلـۋا بويلۇق، غـۇنچە بويلۇق.

مَشِيمَةُ الْجَنِينِ ج مَشِيمٌ وَمَشَائِمُ: بالا ھەمرىيى.

مَشِينٌ: نومۇسسىز، يۈزنى چۈشۈرۈۋېتىدىغان.

مَشِيئَةٌ: ئۇمىد، ئارزۇ، ئىستەك، خاھىش، تىلەك.

مُشَيَّدٌ: مۇسـتەھكەم قۇرۇلغـان، مۇسـتەھكەم ياسالغان، مۇستەھكەم بىنا قىلىنغان.

﴿أَيْنَمَا تَكُونُوا يُدْرِكُّمُ الْمَوْتُ وَلَوْ كُنْتُمْ فِي بُرُوجٍ مُشَيَّدَةٍ﴾ «قرآن»: قەيەردە بولمـاڭلار (ئەجەل كەلگەندە) ئۆلـۈم سـىلەرنى تاپىدۇ، سىلەر مۇستەھكەم قەلئەدە بولغان تەقدىردىمۇ.

مُشَيِّعٌ: رىغبەتلەنـدۈرۈلگەن، روھلانـدۇرلغان، ئىلھام بېرىلگەن.

مُصَابٌ: زەربە بېـرىلگەن، نـىشانغا ئېلىنغـان؛ يارىدار؛ ئاپەت، بالا ـ قازا، كۆلپەت.

مُصَابٌ بِالْمَرَضِ: كېسەل بولغان، كېسەل يەتكەن.

مُصَابٌ فِي أَمْوَالِهِ: مېلىغـا زىيـان ـ زەخـمەت يەتكەن.

حَلَّ بِهِ مُصَابٌ أَلِيمٌ: قاتتىق دەرد ـ ئەلەمگە دۇچار بولدى.

نُعَزِّيكَ فِي مُصَابِكَ الْجَلَلِ: بېشىڭغا قـاتتىق مۇسىبەت كەلگەنلىكىگە تەزىيە بىلدۈرىمىز.

مُصَاحِبٌ: سىرداش دوست، قەدىناس.

مُصَاحَبَةٌ: بىللە بولماق، ھەمراھ بولماق، جورا بولماق، شېرىك بولماق.

إِحْذَرْ مُصَاحَبَةَ الْأَشْرَارِ: يامانلارغا ھەمراھ بولۇپ قېلىشتىن ئېھتىيات قىل.

الْمَصَادِرُ: مەنبەلەر.

مَصَادِرُ الْفِقْهِ الْإِسْلَامِيِّ: ئىسلام فىقھىشۇناسلىقى مەنبەلىرى.

الْمَصَادِرُ وَالْمَرَاجِعُ: پايدىلىنىلغان مەنبەلەر.

مُصَادَرَةٌ: مۇسادىرە قىلماق.

مُصَادَرَةُ أَمْلَاكِ الْخَوَنَةِ: خائىنلارنىڭ مال ـ مۈلكىنى مۇسادىرە قىلماق.

مُصَادِفٌ: ھەمراھ، يولداش؛ توغرا كەلگۈچى.

يَوْمُ السَّبْتِ الْمُصَادِفُ الثَّلَاثِينَ مِنْ شَهْرِ أَبْرِيلِ: شەنبە كۈنى ئاپرېلنىڭ ئۈچىنچى كۈنىگە توغرا كېلىدۇ.

مُصَادَفَةٌ: توغرا كېلىپ قېلىش.

كَانَ لِقَاؤُنَا مُجَرَّدَ مُصَادَفَةٍ: بىزنىڭ ئۇچرىشىشىمىز تاسادىپىيلىقتىن ئىبارەت بولدى.

مُصَادَقَةٌ: دوستلاشماق.

مُصَادَمَةٌ: ئۈرۈلماق، سوقۇلماق، تېگىپ كەتمەك.

مُصَارِعٌ: چېلىشچى.

مُصَارِعٌ مُحْتَرِفٌ: كەسپىي چېلىشچى، قىلىچۋاز.

مُصَارِعُ الثِّيرَانِ: ئۆكۈزلەر بىلەن ئېلىشقۇچى.

هُوَ مِنَ الْمُصَارِعِينَ الْعَالَمِيِّينَ: ئۇ خەلقئارالىق چېلىشچى.

مُصَارَعَةٌ ج مُصَارَعَاتٌ: چېلىشماق، مۇشتلاشماق.

مُصَارِعَةُ الثِّيرَانِ: ئۆكۈز بىلەن ئېلىشماق.

مُصَارِعَةُ الثِّيرَانِ مَشْهُورَةٌ فِي إِسْبَانِيَا: ئۆكۈزلەر بىلەن ئېلىشىش ئىسپانىيىدە مەشھۇردۇر.

مُصَارَعَةٌ حُرَّةٌ: ئەركىن چېلىشماق.

مُصَارَعَةٌ رُومَانِيَّةٌ: كونا ئۇسۇلدا چېلىشىش.

مُصَارَفَةٌ: پرېۋوت ھەققى.

مَصَارِيُ: پۇل، ئاقچا، يارماق.

مُصَاصٌ ـ مُصَاصَةٌ: سۈمۈرۈلگەن نەرسە.

مُصَاصُ قَصَبِ السُّكَّرِ: شېكەر قومۇشىنىڭ سۈمۈرۈلگەن شەربىتى.

فُلَانٌ مُصَاصٌ أَوْ مُصَاصَةُ قَوْمِهِ: پالانى قوۋمىنىڭ ئەڭ پاك نەسەبلىكىدۇر.

مَصَاعِبٌ: قىيىن، تەس، مۇشەققەتچىلىك؛ كۆلپەت؛ موھتاجلىق.

مَصَاعِبُ الدُّنْيَا: دۇنيانىڭ قاتتىقچىلىقلىرى، جاپا ـ مۇشەققەتلىرى.

مُصَافَاةٌ: سەممىي دوست بولۇشماق.

مُصَاقَبَةٌ: مۇۋاپىق، ئۇيغۇن، ماس.

مُصَالِحٌ: مۇرەسسەچى، ياراشتۇرغۇچى، كېلىشىم قىلغۇچى.

مُصَانٌ: شېكەر قومۇش.

مُصَاهَرَةٌ: قۇدا ـ باجا بولۇشماق، قۇدا ـ باجىلىق.

مِصْبَاحٌ ج مَصَابِيحُ: چىراغ، لامپا.

مِصْبَاحٌ كَهْرَبِيٌّ: ئېلېكتر چىراغ.

﴿وَزَيَّنَّا السَّمَاءَ الدُّنْيَا بِمَصَابِيحَ﴾ «قۇرئان»: ئەڭ تۆۋەنكى ئاسماننى يۇلتۇزلار بىلەن زىننەتلىدۇق.

مِصْبَاحٌ بِتْرُولِيٌّ: پەنەر، پانۇس.

مِصْبَاحٌ كَشَّافٌ: قولچىراغ، پروژېكتور.

مَصَابِيحُ السَّمَاءِ: يۇلتۇزلار.

مَصَبُّ النَّهْرِ مَصَابٌّ وَمَصَبَّاتٌ: دەريا ئېغىزى دەريانىڭ دېڭىز، كۆللەرگە قۇيۇلىدىغان ئېغىزلىرى؛ ئاخىرقى نۇقتا، ئاخىرقى پەللە، ئاخىرى.

مَصَبُّ الْفُرَاتِ: يېفرات دەرياسىنىڭ قۇيۇلىدىغان جايى.

مُصَبَّغٌ: زىخ.

مُصْبِحٌ: سەھەر، ئەتىگەن.

﴿أَنَّ دَابِرَ هَؤُلَاءِ مَقْطُوعٌ مُصْبِحِينَ﴾ «قۇرئان»: سەھەردە بۇلار (يەنى لۇتنىڭ قەۋمى)نىڭ يىلتىزى قۇرۇتۇلىدۇ، (يەنى تەلتۆكۈس ھالاك قىلىنىدۇ).

مَصْبَغَةٌ: تەكەببۇرلۇق، ھاكاۋۇرلۇق، چوڭچىلىق؛ مۇغەمبەرلىك.

مَصْبَغَةٌ ج مَصَابِغُ: بوياقچىلىق كارخانىسى، بوياقچىلىق سېخى.

مَصْبَغَةُ الْجُلُودِ: تېرە بوياش سېخى، خۇرۇم كېيىم يۇيۇش ئورنى.

مَصْبَنَةٌ ج مَصَابِنُ: سوپۇن زاۋۇتى.

مَصْبُوبٌ: قۇيۇلغان، ئېقىپ كىرگەن.

سَوْطٌ مَصْبُوبٌ: قوغۇشۇندىن قۇيۇلغان قامچا.

مَصْبُوغٌ: تەكەببۇر، ھاكاۋۇر، مۇغەمبەر.

مَصْبُوغٌ: بويالغان، سىرلانغان.

شَعْرٌ مَصْبُوغٌ: بويالغان چاچ.

مَصَحٌّ . مَصَحَّةٌ ج مَصَحَّاتٌ: ساناتورىيە.

مُصَحِّحٌ ج مُصَحِّحُونَ: تۈزەتكۈچى، ئوڭشىغۇچى.

مُصَحِّحُ مُسَوَّدَاتِ الطَّبْعِ: كوررېكتور.

مُصْحَفٌ ج مَصَاحِفُ: ئەسلى، مەنبە، ئاساس، قىسىم، تۈز، جىلد، توم، كىتاب؛ نۇسخا؛ بۆلۈم.

الْمُصْحَفُ الشَّرِيفُ: قۇرئان كەرىم.

مَصْحُوبٌ بِكَذَا: كەلتۈرۈلگەن، بىللە ئېلىپ كېلىنگەن.

تَقْرِيرٌ مَصْحُوبٌ بِوَثَائِقَ: پاكىتلار كەلتۈرۈلگەن دوكلات.

مَصْحُوبًا: ئۇنىڭ ھەمراھلىقىدا.

جَاءَتِ الْمَرْأَةُ مَصْحُوبَةً بِزَوْجِهَا: ئايال ئېرىنىڭ ھەمراھلىقىدا كەلدى.

مِصْدَاقٌ: ئۆلچەم، سىناق تاش، راستچىل.

تَقِيٌّ مِصْدَاقٌ: تەقۋادار راستچىل.

هَذَا مِصْدَاقُ قَوْلِهِ: بۇ ئۇنىڭ سۆزىنىڭ راستلىقىنىڭ دەلىلى.

مِصْدَاقِيَّةٌ: سۆز ـ ھەرىكىتى بىردەك.

مُصْدِئٌ: ئۆكسىگېن.

مِصْدَحٌ ج مَصَادِحُ: مىكروفون، ئاۋاز ياڭراتقۇ.

مَصَدٌّ ج مَصَدَّاتٌ: قاشا، شاخ ـ شۇمبىلاردىن قىلىنغان توساق.

مُصَدِّرٌ ج مُصَدِّرُونَ: ئېكسپورت قىلغۇچى.

مُصَدَّرٌ ج مُصَدَّرُونَ: تۆردە ئولتۇرغۇچى، بىرىنچى ئورۇندا ئولتۇرغۇچى.

عَالِمٌ مُصَدَّرٌ: بىرىنچى دەرىجىلىك ئالىم.

الدُّوَلُ الْمُصَدِّرَةُ لِلنِّفْطِ: نېفىت ئېكسپورت قىلغۇچى دۆلەتلەر.

مُصَدَّقٌ ج مُصَدَّقُونَ: ئىشەنچلىك، ئىشىنىشكە بولىدىغان، ئەستىقلانغان.

مُصَدَّقٌ عَلَيْهِ: تەستىقلانغان، ئىسپاتلانغان.

وَثِيقَةٌ مُصَدَّقٌ عَلَيْهَا رَسْمِيًّا: رەسمىي تەستىقلانغان ھۆججەت.

مَنْدُوبٌ مُصَدَّقٌ: ئىشەنچلىك ۋەكىل.

مَصْدَرٌ ج مَصَادِرُ: كېلىپ چىقىشى، ئەسلىي مەنبە، يىلتىزى.

مَصْدَرُ الْأَخْبَارِ: خەۋەرلەر مەنبەسى.

مَصْدَرُ الدَّخْلِ: كىرىم مەنبەسى.

مَصَادِرُ مَوْثُوقَةٌ: ئىشەنچلىك مەنبەلەر.

مُصْدِرٌ: ئىشنى تاماملىغۇچى.

مِصْدَغَةٌ ج مِصْدَغَاتٌ: ياستۇق، تەكىيە.

مَصْدُورٌ ج مَصْدُورُونَ: ئۆپكە كېسەل.

مَصْدُوغٌ: يېرىلغان، پارچىلانغان؛ بېشى ئاغرىغان.

رَجُلٌ مَصْدُوغٌ: بېشى ئاغرىغان ئادەم.

جِدَارٌ مَصْدُوغٌ: يېرىلغان تام.

مَصَرَ يَمْصُرُ مَصْرًا النَّاقَةَ: تۆگىنى ساغدى.

مَصَرَ الْعَطَاءَ: سوۋغاتنى كېمەيتىۋەتتى.

مِصْرٌ ج أَمْصَارٌ: شەھەر؛ ئاھالىسى زىچ جاي؛ چېگرا، پاسىل؛ مىسىر.

«مِصْرُ بَلَدٌ إِسْلَامِيٌّ عَرِيقٌ فِي تَارِيخِهِ»: مىسىر قەدىمىي تارىخقا ئىگە بىر ئىسلام دۆلىتى.

فِي كُلِّ عَصْرٍ وَمِصْرٍ: ھەرقاچان، ھەر زامان، ھەر ۋاقىت، ھەر جايدا، قەدىمدىن ھازىرغىچە.

إِشْتَرَى الدَّارَ بِمُصُورِهَا: قورۇنى پاسىللىرى بىلەن قوشۇپ سېتىۋالدى.

بَنَى أَمْصَارًا كَثِيرَةً فِي مُحَافَظَتِهِ: ئۇ ئۆز ئۆلكىسىدە نۇرغۇن شەھەرلەرنى قۇردى.

مِصْرَادٌ ج مَصَارِيدُ: توڭغاق.

رَجُلٌ مِصْرَادٌ: توڭغاق ئادەم.

مِصْرَاعُ الْبَابِ ج مَصَارِيعُ: ئىشىكنىڭ قانىتى.

مِصْرَاعُ الشِّعْرِ: شېئىرنىڭ مىسراسى.

فُتِحَ الْبَابُ عَلَى مِصْرَاعَيْهِ: دەرۋازىنىڭ ئىككى قانىتى ئېچىلدى.

الْمِصْرَانِ: كۇيە ۋە بەسرە (ئىراقتىكى ئىككى شەھەر).

مُصْرِخٌ: ياردەمچى، قۇتقۇزغۇچى.

﴿فَلَا تَلُومُونِي وَلُومُوا أَنْفُسَكُمْ مَا أَنَا بِمُصْرِخِكُمْ﴾ ‹قرآن›: شۇنىڭ ئۈچۈن مېنى ئەيىبلىمەڭلار، ئۆزۈڭلارنى ئەيىبلەڭلار، مەن سىلەرگە ياردەم بېرىپ سىلەرنى قۇتقۇزالمايمەن.

مُصِرٌّ ج مُصِرُّونَ: ئىزچىل، چىڭ تۇرغۇچى.

مُصِرٌّ عَلَى ارْتِكَابِ الْمَعَاصِي رَغْمَ كِبَرِ سِنِّهِ: يېشىنىڭ چوڭىيىشىغا قارىماي گۇناھلارنى داۋاملاشتۇرغۇچى.

مُصَرَّحٌ: ئوچۇق، ئاشكارا.

يَوْمٌ مُصَرَّحٌ: ئوچۇق كۈن.

مُصَرَّحٌ بِهِ: رۇخسەت قىلىنغان.

بِضَاعَةٌ مُصَرَّحٌ بِتَوْرِيدِهَا: ئىمپورت قىلىشقا رۇخسەت قىلىنغان مال.

إِتِّفَاقٌ مُصَرَّحٌ بِهِ: ئېلان قىلىنغان كېلىشىم.

مَصْرَعٌ ج مَصَارِعُ: غولاپ چۈشمەك، ئۆرۈلمەك؛ چېلىش مەيدانى، جازا مەيدانى.

ضَرْبَةٌ فِي مَصْرَعٍ فَمَاتَ: ئۆلىدىغان يېرىگە ئۇرۇۋىدى، ئۆلدى.

لَقِيَ مَصْرَعَهُ فِي حَادِثِ مُرُورٍ: قاتناش ۋەقەسىدە ئۆلدى.

مَصْرِفٌ ج مَصَارِفُ: بانكا؛ چىقىش ئىشىكى؛ يوچۇق.

مَصْرِفُ الْمَاءِ: سۇ تۇرۇبىسى.

صَاحِبُ الْمَصْرِفِ: بانكىر، بانكا خوجايىنى.

﴿فَظَنُّوا أَنَّهُمْ مُوَاقِعُوهَا وَلَمْ يَجِدُوا عَنْهَا مَصْرِفًا﴾ ‹قرآن›: (گۇناھكارلار دوزەخنى كۆرۈپ ئۇنىڭغا كىرىدىغانلىقىغا جەزم قىلىدۇ، دوزەختىن قاچىدىغان جاي تاپالمايدۇ.

مَصْرِفٌ زِرَاعِيٌّ: يېزا ئىگىلىك بانكىسى.

مَصْرِفُ الْإِصْدَارِ: پۇل چىقىرىش ھوقۇقىغا ئىگە بانكا، مەركىزىي بانكا.

مَصْرِفِيٌّ: بانكىنىڭ.

قَرْضٌ مَصْرِفِيٌّ: بانكا قەرزى.

شِيكٌ مَصْرِفِيٌّ: بانكا چېكى.

صُكُوكٌ مَصْرِفِيَّةٌ: بانكا چەكلىرى.

مِصْرُلُوجِيٌّ: مىسىرشۇناس.

مِصْرُلُوجِيَّةٌ: مىسىرشۇناسلىق.

مَصْرُوعٌ ج مَصْرُوعُونَ: تۇتقاقلىق كېسىلى بار ئادەم؛ غالجىرلىق كېسىلىگە دۇچار بولغان؛ تەھدىتكە ئۇچرىغان، چۆچۈپ كەتكەن.

مَصْرُوعُ الْمُخَدِّرَاتِ: زەھەرلىك چېكىملىك چېكىپ ئۆلگۈچى.

مَصْرُوعٌ مِنْ أَثَرِ الضَّرْبِ: تاياق يەپ يىقىلغان.

مَصْرُوفٌ ج مَصْرُوفَاتٌ وَمَصَارِيفُ: چىقىم، خىراجەت، راسخوت.

مَصْرُوفُ الْجَيْبِ: پارچە راسخوت.

﴿أَلاَ يَوْمَ يَأْتِيهِمْ لَيْسَ مَصْرُوفاً عَنْهُمْ﴾ «قۇرئان»: راستىنلا ئۇلارغا ئاللاھنىڭ ئازابى چۈشكەن كۈندە ئۇلار قاچىدىغان يەر تاپالمايدۇ.

مَصْرُوفُ الْعَائِلَةِ: ئائىلە خىراجىتى.

مِصْرِيٌّ: مىسىرلىق، مىسىرنىڭ؛ قاھىرەلىك، قاھىرەنىڭ.

الْقُطْرُ الْمِصْرِيُّ: مىسىر دۆلىتى.

فَنٌّ مِصْرِيٌّ: مىسىر سەنئىتى.

أَفْلاَمٌ مِصْرِيَّةٌ: مىسىر كىنولىرى.

مِصْرِيَّاتٌ: مىسىر خەۋەرلىرى.

مِصْرِيَّةٌ: مىسىردا تۇغۇلغان، دۆلەت تەۋەلىكى مىسىر.

الْمِصْرِيُّونَ الْقُدَمَاءُ: قەدىمىي مىسىرلىقلار.

مَصَّ يَمُصُّ مَصًّا الشَّيْءَ: شورىدى، سۈمۈردى.

مَصَّ الْهَوَاءَ: نەپەس ئالدى.

مَصَّ الثَّدْيَ: ئەمدى.

مَصَّ الْقَصَبَ: شېكەر قومۇشىنى شورىدى.

مَصَّ عَصِيرَ الْبُرْتُقَالِ بِالْقَصَبَةِ: ئاپېلسىن سۈيىنى نەيچە بىلەن سۈمۈردى.

مَصَّ مِنَ الدُّنْيَا: دۇنيادىن ئازغىنە ئېرىشتى.

مَصَّ قِطْعَةً مِنَ الْحَلْوَى: بىر تال كەمپۈتنى شورىدى.

مَصٌّ: شورىماق، ئەممەك.

قَصَبُ الْمَصِّ: شېكەر قومۇشى.

مَصَّاصٌ: كۆپ شورىغۇچى، جازانىخور، لوگقا، قويىغۇچى، سۈمۈرگۈچ.

مَصَّاصُ الدِّمَاءِ: قانخور، قان ئىچەر.

الْوَطْوَاطُ الْمَصَّاصُ: قان شورىغۇچى شەپەرەڭ.

مَصَّةٌ: بىر قېتىم شورىماق، بىر قېتىم ئەممەك.

مَصَّرَ يُمَصِّرُ تَمْصِيرًا الْعَطِيَّةَ: سوۋغاتنى ئۇزۇپ قويدى.

مَصَّرَ الْقَوْمُ الْمَكَانَ: قوۋم جاينى شەھەرلەشتۈردى، شەھەر قىلىپ قۇرۇپ چىقتى.

مَصَّرَ الْأَمْصَارَ: شەھەرلەرنى قۇردى.

مَصَّرَ الثَّوْبَ: رەختنى ئاچ قىزىل بويىدى.

مُصْطَافٌ ج مُصْطَافُونَ: مەلۇم ئورۇندا يازلىغۇچى، دەم ئالغۇچى؛ ساناتورىيىدە داۋالانغۇچى.

يَكْثُرُ الْمُصْطَافُونَ فِي الْمَنَاطِقِ الْجَبَلِيَّةِ: تاغلىق رايونلاردا يازلىغۇچىلار كۆپ بولىدۇ.

مُصْطَافٌ ج مُصْطَافَاتٌ: يازلايدىغان جاي.

الْمُصْطَافُ الْجَبَلِيُّ: يايلاق.

مِصْطَبَةٌ ج مَصَاطِبُ: ئورۇندۇق، سۇپا.

مِصْطَحٌ ج مَصَاطِحُ: چۆل؛ خامان.

مُصْطَفًى: تاللانغان.

﴿وَإِنَّهُمْ عِنْدَنَا لَمِنَ الْمُصْطَفَيْنَ الْأَخْيَارِ﴾ «قۇرئان»: ئۇلار بىزنىڭ دەرگاھىمىزدا ھەقىقەتەن تاللانغان كىشىلەردۇر، ھەقىقەتەن ياخشى كىشىلەردۇر.

كَلَامٌ مُصْطَفًى: تاللانغان سۆزلەر.

الْمُصْطَفَى: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ لەقىمى.

مَصْطَكَ يُمَصْطِكُ مَصْطَكَةً الدَّوَاءَ: دورىنى مەستىكى رۇمىغا ئارىلاشتۇردى.

مُصْطَكًا ـ مُصْطَكَاءُ: مەستىكى رۇمى، مەستەك.

مُصْطَكِّيٌّ: مەستىكى رۇمى.

مُصْطَلَحٌ ج مُصْطَلَحَاتٌ: تېرمىن، ئاتالغۇ، كەسىپى سۆز.

عِلْمُ الْمُصْطَلَحِ الْفَنِّيِّ: تېرمىنولوگىيە، تېخنولوگىيە.

مُعْجَمُ مُصْطَلَحِ الْفِيزِيَاءِ: فىزىكا ئاتالغۇلىرى لۇغىتى.

تَوْحِيدُ الْمُصْطَلَحَاتِ الْعِلْمِيَّةِ: مەخسۇس ئىلمىي ئاتالغۇلارنى بىرلىككە كەلتۈرۈش.

هَذَا الْأَمْرُ مُصْطَلَحٌ عَلَيْهِ: بۇ ھەممە بىرلىككە

مِنَ الْمَعْلُومِ أَنَّ: ھەممىگە مەلۇمكى، ھەممىگە ئايانكى.

مِنَ الْغَرِيبِ أَنَّ: ئەجەبلىنەرلىكى شۇكى، قىزىقارلىقى شۇكى، غەلىتە يېرى شۇكى.

فَمِنْ دَوَاعِي الْأَسْفِ أَنَّ: ئەپسۇسلىنارلىقى شۇكى.

مِمَّا يُؤْسَفُ لَهُ أَنَّ: ئەپسۇسلىنارلىقى شۇكى، ناھايىتى ئەپسۇسكى.

وَمِمَّا هُوَ جَدِيرٌ بِالذِّكْرِ أَنَّ: تىلغا ئېلىشقا ئەرزىيدىغىنى شۇكى.

«وَمِنْهُمْ مَنْ أَحْسَنَ وَمِنْهُمْ مَنْ أَسَاءَ»: ئۇلاردىن ياخشى قىلغانلارمۇ بار، يامانلىق قىلغانلارمۇ بار.

3) بَيَانُ الْجِنْسِ: تۈرنى كۆرسىتىش ئۈچۈن كېلىدۇ. مەسىلەن: بَاحَثْتُهُ فِي شَتَّى الْمَوَاضِعِ مِنْ أَدَبِيَّةٍ وَسِيَاسِيَّةٍ: مەن ئۇنىڭ بىلەن تۈرلۈك ماۋزۇلاردا جۈملىدىن ئەدەبىي، سىياسىي ماۋزۇلاردا كېڭەشتىم.

(مَا): دىن كېيىن كۆپىنچە تۈرنى بىلدۈرىدۇ. مەسىلەن: أَشْكُرُ لَهُ مَا بَذَلَهُ مِنَ الْمُسَاعَدَةِ: مەن ئۇنىڭ ياردىمىگە تەشەككۈر ئېيتىمەن.

4) تَعْلِيلٌ: سەۋەبىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن: مِنْ كَثْرَةِ الْمَلَّاحِينَ غُرِقَتِ السَّفِينَةُ: كېمىچى كۆپ بولسا كېمە غەرق بولىدۇ.

5) تَفْضِيلٌ: سېلىشتۇرۇشنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن كېلىدۇ. مەسىلەن: هُوَ أَفْضَلُ مِنِّي: ئۇ ماڭا قارىغاندا ئۈستۈن ئورۇندا تۇرىدۇ، ئۇ مەندىن ئەۋزەلرەك.

6) لِلفَصْلِ: پەرقنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن كېلىپ، كۆپىنچە ھاللاردا ئىككى خىل زىددىيەتلىك شەيئىنىڭ ئارىسىنى ئايرىيدۇ. يَعْلَمُ جَمَاهِيرُ الشَّعْبِ الصَّوَابَ مِنَ الْخَطَإِ وَالْخَيْرَ مِنَ الشَّرِّ: خەلق ئاممىسى ھەق بىلەن ناھەقنى، ياخشى بىلەن يامانلىقنى ئوبدان پەرق ئېتەلەيدۇ.

7) لِلْبَدَلِ: ئورۇن ئالمىشىشنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن كېلىدۇ. أَرَضِيتَ بِالْمَالِ مِنَ الشَّرَفِ: ئەجەبا سەن شان-شەرەپتىن كۆرە پۇل-مالنى ياخشى كۆرەمسەن؟

8) لِلزَّائِدَةِ: قوشۇمچە بولۇپ ئىنكار ۋە سوراق قوشۇمچىلىرىدىن كېيىن كېلىپ ئىنتوناتسىيىنى كۈچەيتىش ئۈچۈن كېلىدۇ. مَا مِنْ قُوَّةٍ فِي الْعَالَمِ تَسْتَطِيعُ عَرْقَلَةَ تَقَدُّمِنَا: دۇنيادا بىزنىڭ ئىلگىرىلىشىمىزنى توسۇيالايدىغان ھېچقانداق كۈچ يوق.

هَلْ مِنْ رَيْبٍ فِي أَنْ؟: بۇنىڭدا گۇمان بارمۇ؟ ئەجەبا بۇنىڭدا شەك بارمۇ؟

يَا لَهُ مِنْ قَوْلٍ جَمِيلٍ: بۇ نېمىدېگەن چىرايلىق گەپ-ھە!

لَا تَظْلَمْ مِنْ أَحَدٍ: ھېچكىمنى بوزەك قىلماڭ!

مَنَا يَمْنُوْ مَنْوًا: سىناق قىلدى، تەجرىبە قىلدى، ئىمتىھان ئالدى.

مَنَا ج أَمْنَاءُ وَأَمْنٍ وَمُنِّيٍ: مەن (ئېغىرلىق ئۆلچەم بىرلىكى بولۇپ ئىككى قاداققا تەڭ).

مَنَابٌ: ئورۇن، قايتماق، ئالماشتۇرۇپ ئىشلىتىلىدىغان ماتېرىيال.

«قَامَ مَنَابَ الْقَاضِي»: قازى (سوتچى)نىڭ ئورنىغا ئولتۇردى، قازىنىڭ ئورنىدا تۇردى.

مَنَاةٌ: مەنات (قەدىمكى ئەرەبلەرنىڭ بۇتىنىڭ نامى).

مُنَاجَاةٌ: مۇڭدىشىش، سىردىشىش، قاچىدىغان جاي.

مُنَاجَزَةٌ: ئېلىشماق، تۇتۇشماق، ئۆلتۈرۈشمەك.

مَنَاحَةٌ: يىغا-زار قىلماق، ئۆكسۈپ يىغلىماق.

«كُنَّا فِي مَنَاحَةِ فُلَانٍ»: پالانىنىڭ ھازىسىدا بولدۇق.

مَنَاحَةٌ ج مَنَاحَاتٌ وَمَنَاوِحُ: ھازا ئاچىدىغان ئاياللار، ھازىدار ئاياللار.

مُنَاحَرَةٌ: جېدەللەشمەك.

مُنَاخٌ: تۆگە ياتىدىغان يەر؛ تۇرالغۇ؛ ھاۋا رايى، ھاۋا كىلىماتى.

هَذَا مُنَاخُ سُوْءٍ: كىشىگە ياقمايدىغان جاي، يامان ھاۋا.

مُنَاخُ الْبِلَادِ حَارٌّ رَطْبٌ: يۇرتنىڭ ھاۋا كىلىماتى نەم ئىسسىق.

هَيَّأَ الْمُنَاخُ الْمُلَائِمَ: كەيپىيات ھازىرلىدى.

مُنَادَاةٌ: يىغىندا بىللە ئولتۇرماق؛ چاقىرماق، توۋلىماق.

مُنَادٍ (الْمُنَادِي): چاقىرغۇچى، جاكارچى، نىدا قىلغۇچى.

﴿رَبَّنَا إِنَّنَا سَمِعْنَا مُنَادِياً يُنَادِي لِلإِيمَانِ﴾ «قۇرئان»: پەرۋەردىگارىمىز! بىز ھەقىقەتەن بىر چاقىرغۇچىنىڭ ئىمانغا چاقىرغانلىقىنى ئاڭلىدۇق.

مَنَارٌ ج مَنَاوِرُ: شامدان؛ يول كۆرسەتكۈچ بەلگە، پاسىل، چېگرا بەلگىسى.

مَنَارَةٌ ج مَنَاوِرُ وَمَنَائِرُ: مۇنار، ماياك، مەشئەل.

مَنَارَةُ الْمَسْجِدِ: مەسجىد مۇنارى، ئەزانخانا.

«مَنَارَةُ الإِسْكَنْدَرِيَّةِ»: ئىسكەندەرىيە مۇنارى.

«مَنَارَةُ الْحُرِّيَّةِ»: ئەركىنلىك مۇنارى.

مُنَازِعٌ ج مُنَازِعُوْنَ: تالاشقۇچى، تالاش-تارتىش قىلغۇچى، جېدەللەشكۈچى.

«هُوَ مِنَ الْمُنَازِعِيْنَ فِي كُلِّ اِجْتِمَاعٍ»: ئۇ ھەر يىغىندا تالاش- تارتىش قىلىشقۇچىلاردىن.

لَيْسَ مِنْ مُنَازِعٍ فِي كَذَا: بۇنىڭدا ھېچقانداق شەك يوق.

مُنَازَعَةٌ: تالاشماق، تالاش-تارتىش قىلماق.

مُنَازَعَةٌ ج مُنَازَعَاتٌ: جېدەللىشىش، دەۋالىشىش.

«مُنَازَعَاتٌ قَضَائِيَّةٌ»: سوتلىشىش.

مُنَازَلَةٌ: ئۇرۇشۇش ئۈچۈن يۈزلىشىش.

مُنَاسِبٌ: مۇناسىپ، مۇۋاپىق.

«جَاءَ فِي الْوَقْتِ الْمُنَاسِبِ»: مۇۋاپىق ۋاقىتتا كەلدى.

«الْجَوُّ الْيَوْمَ مُنَاسِبٌ»: بۈگۈن ھاۋا مۆتىدىل.

عَالِجْ مَرَضَكَ فِي الْوَقْتِ الْمُنَاسِبِ: كېسىلىڭنى ئۆز ۋاقتىدا داۋالات.

مُنَاسَبَةٌ: ئۇيغۇنلاشماق، مۇۋاپىقلاشماق، ماسلاشماق.

مُنَاسَبَةٌ ج مُنَاسَبَاتٌ: مۇناسىۋەت، پۇرسەت.

«ذَكَّرَ هَذَا الْمَوْضُوْعَ فِي مُنَاسِبَاتٍ عَدِيْدَةٍ»: بۇ تېمىنى بىرقانچە سورۇندا دەپ ئۆتتى.

عَلَيْنَا أَنْ نَزُوْرَ جَارَنَا بِمُنَاسَبَةِ نُزُوْلِهِ بِجَوَارِنَا: يېڭى قوشنىمىزنى كۆچۈپ كېلىش مۇناسىۋىتى بىلەن يوقلىشىمىز كېرەك.

مَنَاصٌ: پاناھگاھ، قاچىدىغان يەر، قاچىدىغان ۋاقىت.

«لَا مَنَاصَ مِنْ دَفْعِ الدَّيْنِ»: قەرزنى بەرمەي ئامال يوق.

﴿وَلَاتَ حِينَ مَنَاصٍ﴾ «قۇرئان»: ھالبۇكى، (بۇ) قاچىدىغان ۋاقىت ئەمەس.

مُنَاصَرَةٌ: ياردەملەشمەك، ھەمكارلاشماق.

مُنَاضِلٌ ج مُنَاضِلُوْنَ: كۈرەش قىلغۇچى، جەڭچى.

«مُنَاضِلُوْنَ فَلَسْطِيْنِيُّوْنَ»: پەلەستىنلىك جەڭچىلەر.

مَنَاط: ئاسىدىغان يەر.

«مَنَاطُ السَّيْفِ»: قىلىچ ئاسىدىغان يەر.

مَنَاطُ الثُّرَيَّا: يۇقىرى مەرتىۋىلىك، ئېسىل.

هُوَ مِنِّي مَنَاطَ الثُّرَيَّا: ئۇ مەندىن بەك يىراق.

«مَنَاطُ الْحُكْمِ بِتَحْرِيْمِ الْخَمْرِ هُوَ الإِسْكَارُ»: ھاراقنى ھارام قىلىشتىكى سەۋەب ئۇنىڭ مەست قىلغانلىقىدىندۇر.

مُنَاطَحَةٌ ج مُنَاطَحَاتٌ: ئۈسۈشمەك.

«مُنَاطَحَةُ الْأَكْبَاشِ»: قوچقارلارنىڭ ئۈسۈشۈشى.

مُنَاظِرٌ: ئوخشىغۇچى، رىقابەتچى.

مُنَاظَرَةٌ ج مُنَاظَرَاتٌ: ئوخشىماق، ئوخشاشماق، مۇنازىرە، مۇنازىرىلەشمەك.

مَنَاعَةٌ: ئىممۇنىتېتلىق، مۇستەھكەملىك، چىڭلىق، پۇختىلىق.

مُنَاغَاةٌ: يېقىملىق سۆز، سەممىي سۆھبەت، يېقىملىق سايرىماق، تاماشا قىلماق، چاقچاق قىلماق، ئەخمەق قىلماق.

مُنَافِذٌ: جېدەلچى.

خَصْمٌ مُنَافِذٌ مُشَاكِسٌ: جېدەلخور، كاج دەۋاگەر.

مُنَافَسَةٌ: مۇسابىقىلەشمەك، بەسلەشمەك.

مُنَافِقٌ ج مُنَافِقُونَ: مۇناپىق، ئىككى يۈزلىمچى، ساختىپەز.

﴿إِنَّ الْمُنَافِقِينَ فِي الدَّرْكِ الْأَسْفَلِ مِنَ النَّارِ﴾ «قرآن»: مۇناپىقلار چوقۇم دوزاخنىڭ ئەڭ ئاستىنقى قەۋىتىگە (يەنى قەئرىگە) تاشلىنىدۇ.

مُنَافَقَةٌ: ساختىپەزلىك، ئىككى يۈزلىملىك، مۇناپىقلىق، ياسالمىلىق.

مُنَافٍ (الْمُنَافِي): قارشى، قارشىلاشقۇچى، قارىمۇقارشى، زىت.

«أَقْوَالٌ مُنَافِيَةٌ لِلْحَقِيقَةِ»: ھەقىقەتكە زىت گەپ-سۆزلەر.

عَمَلٌ مُنَافٍ لِلْأَخْلَاقِ: ئەخلاققا قارشى ئىش.

مُنَافٍ لِلْعَقْلِ: ئەقىلگە سىغمايدىغان.

مُنَاقَشَةٌ: جاگجاللاشماق، تالاش-تارتىش قىلماق، مۇزاكىرە قىلماق.

«مَازَالَ الْمَوْضُوعُ تَحْتَ الْمُنَاقَشَةِ»: تېما ھېلىمۇ مۇھاكىمە قىلىنىۋاتىدۇ.

مُنَاقَشَةٌ ج مُنَاقَشَاتٌ: مۇزاكىرە، مۇنازىرە، مۇھاكىمە، ھېسابلىشىش.

«مُنَاقَشَةُ الْمَوْضُوعِ مِنْ كُلِّ جَوَانِبِهِ»: تېمىنى ئەتراپلىق قاراپ چىقىش.

«مُنَاقَشَةُ الْمِيزَانِيَّةِ»: بيۇدژېتنى قاراپ چىقىش (خام چوت لايىھىسىگە قاراپ چىقىش).

مُنَاقَصَةٌ ج مُنَاقَصَاتٌ: خېرىدار بولماق، خېرىدار چاقىرماق.

مُنَاقِضٌ: قارىمۇقارشى، ئەكسىچە، زىت.

مُنَاقَضَةٌ ج مُنَاقَضَاتٌ: قارشىلىق قىلماق، قارشى تۇرماق، زىتلاشماق.

مُنَاكَرَةٌ: ئالدامچىلىق قىلماق؛ ئۇرۇشماق.

مَنَالٌ: ئېرىشمەك، قولغا كەلتۈرمەك.

قَرِيبُ الْمَنَالِ: ئاسان ئېرىشىدىغان، ئاسان قولغا كېلىدىغان.

صَعْبُ الْمَنَالِ: ئېرىشمەك تەس.

بَعِيدُ الْمَنَالِ: ئېرىشىش قىيىن.

مَنَامٌ ج مَنَامَاتٌ: ئۇيقۇ، چۈش، ئۇخلايدىغان يەر، ياتاق.

«رَأَى فِي مَنَامِهِ كَذَا»: ئۇ چۈشىدە شۇنداق كۆردى.

﴿يَا بُنَيَّ إِنِّي أَرَى فِي الْمَنَامِ أَنِّي أَذْبَحُكَ فَانظُرْ مَاذَا تَرَى﴾ «قرآن»: «ئى ئوغلۇم! مەن سېنى بوغۇزلاپ قۇربانلىق قىلىشقا (ئەمر قىلىنىپ) چۈشەپتىمەن، ئويلاپ باققىنا! سېنىڭ قانداق پىكرىڭ بار؟»

«ذَهَبْتُ إِلَى مَنَامِهَا مُبَكِّرًا»: ئۇنىڭ ياتىقىغا بۇرۇنلا باردىم.

«مَنَامُهُ فِي الصَّيْفِ فَوْقَ سَطْحِ الدَّارِ»: يازدا ئۇنىڭ ئۇخلايدىغان يېرى قورۇ ئۆگزىسىدە.

مَنَامَةٌ ج مَنَامَاتٌ: ياتاق ئۆي؛ ئۇخلاش كىيىمى، كېچىلىك كىيىم، قەبرە.

مُنَاوِئٌ: رىقابەتچى، رەقىب، قارشى تەرەپ.

مُنَاوَأَةٌ: مۇسابىقىلەشمەك، قارشىلاشماق.

مُنَاوَبَةٌ: نۆۋەتلەشمەك، ئالماشماق، نۆۋەتلىشىپ.

مُنَاوَبَةٌ زِرَاعِيَّةٌ: نۆۋەتلەشتۈرۈپ تېرىماق.

مُنَاوَبَةٌ / بِالْمُنَاوَبَةِ: تەرتىپ بويىچە، نۆۋەت بىلەن.

مُنَاوَرَةٌ: تىللاشماق؛ مانېۋىر ئۆتكۈزمەك.

مُنَاوَرَةٌ ج مُنَاوَرَاتٌ: مانېۋىر.

«مُنَاوَرَاتٌ حَرْبِيَّةٌ»: ھەربىي مانېۋىر.

«مُنَاوَرَاتٌ سِيَاسِيَّةٌ»: سىياسىي رەڭۋازلىقلار، جەڭگى-جېدەللەر.

مُنَاوَشَةٌ: ئارىلاشماق، توقۇنۇشماق، كۈچ سىناشماق.

مُنَاوَشَةٌ ج مُنَاوَشَاتٌ: توقۇنۇش، كۈچ سىنىشىش.

«مُنَاوَشَةٌ كَلَامِيَّةٌ»: سۆز توقۇنۇشىشى.

«مُنَاوَشَةٌ حَرْبِيَّةٌ»: قوراللىق توقۇنۇشلار.

مُنَاوَلَةٌ: بەرمەك، تاپشۇرۇپ بەرمەك.

مَنْأًى: يىراقلىق.

كَانَ بِمَنْأًى عَنْ هَذَا الْمَوْضُوعِ: بۇ ماۋزۇ بىلەن ئالاقىسى يوق ئىدى.

مِنْبَاضٌ ج مَنَابِيضُ: تومۇر سوقۇشىنى خاتىرىلىگۈچ.

مُنَبِّهٌ: ئاگاھلاندۇرغۇچى، ئۇقتۇرغۇچى؛ ئويغاتقۇچى، قوزغاتقۇچى؛ ئىلھاملاندۇرغۇچى.

«مُنَبِّهٌ لِلْأَعْصَابِ»: نېرۋىلارنى قوزغايدىغان.

الْمُنَبِّهُ: قوڭغۇراقلىق سائەت.

مُنَبِّهَاتٌ: قوزغاتقۇچى دورىلار.

مَنْبِتٌ ج مَنَابِتُ: ئۆسىدىغان جاي، يېتىلىدىغان جاي، مەنبە، ئەسلى، كېلىپ چىقىش مەنبەسى، باشلىنىشى.

مَنْبِتُ الْعُشْبِ: ئوت-چۆپ ئۆسىدىغان يەر، تەبىئىي ئوتلاق.

مَنْبِتُ الشَّعْرِ: چاچ ئۆسىدىغان جاي.

مِنْبَرٌ ج مَنَابِرُ: مۇنبەر، سەھنە.

«صَعِدَ الْإِمَامُ الْمِنْبَرَ يَوْمَ الْجُمْعَةِ»: جۈمە كۈنى ئىمام مۇنبەرگە چىقتى.

نَظَّمَ النَّادِي الثَّقَافِيّ مِنْبَرًا حُرًّا حَوْلَ مَشَاغِلِ الشَّبَابِ: مەدەنىيەت كۇلۇبى ياشلار كەسپى توغرىسىدا ئەركىن مۇنبەر ئۇيۇشتۇردى.

مُنْبَسِطٌ: كەڭ، تۈپتۈز، خۇشھال، تەكشى.

مَنْبِضٌ ج مَنَابِضُ: تومۇر سوقىدىغان جاي.

جَسَّ الطَّبِيبُ مَنْبِضَهُ: دوختۇر ئۇنىڭ تومۇرىنى تۇتتى.

مُنْبَطِحٌ: ئۈگدىسىغا ياتقۇچى.

مَنْبَعٌ ج مَنَابِعُ: مەنبە، بۇلاق، باشلانغان يەر.

«مَغْرِبٌ مَنْبَعُ الْحَضَارَةِ وَالْعِرِ فَانِ وَالْعِلْمِ مَوْطِنُ الْأَعْلَامِ»: ماراكەش ھازارەت ۋە ئىلىم-مەرىپەت بۇلىقى، مەشھۇر شەخسلەرنىڭ ۋەتىنى.

«مَنْبَعُ نِفْطٍ»: نېفىت مەنبەسى، نېفىت قۇدۇقى.

«مكة المكرمة مَنْبَعُ الوحِي»: ئۇلۇغ مەككە مۇكەررەمە ۋەھيى باشلانغان يەر.

«مَنْبَعُ النَّهْرِ»: دەريا باشلانغان يەر.

إِنَّ الْوَحْدَةَ هِيَ مَنْبَعُ الْقُوَّةِ وَضَمَانُ النَّجَاحِ: ئىتتىپاقلىق كۈچنىڭ مەنبەسى ۋە غەلىبىنىڭ كاپالىتى.

مَنْبُوذٌ: تاشلىۋېتىلگەن، تاشلاندۇق بالا، (ھارامزادە).

«أَصْبَحَ الْمُنَافِقُ مَنْبُوذًا لَدَى أَقْرَانِهِ»: مۇناپىق تەڭتۇشلىرى ئالدىدا تاشلىنىپ قالدى.

مَنْبُوشٌ: ئېچىلغان، ئاشكارىلانغان، كولانغان، قېزىلغان.

مِنْتَاشٌ ج مَنَاتِيشُ: موچىن.

مِنْتَافٌ: موچىن.

مُنْتَأًى: يىراق يەر، ئۇزاق جاي.

مُنْتَبِهٌ ج مُنْتَبِهُونَ: ئويغاق، سەگەك، ھوشيار، سەزگۈر؛ ئىتىك؛ ئېھتىيات قىلغۇچى.

«تِلْمِيذٌ مُنْتَبِهٌ»: جانلىق ئوقۇغۇچى.

كُنْ مُنْتَبِهًا عِنْدَ تَنَقُّلِ الْأَرْقَامِ: سانلارنى كۆچۈرگەن

چېنىگدا ئالاھىدە دىققەت قىل.

مُنْتَجٌ ج مُنْتَجَاتٌ: مەھسۇلات.

«مُنْتَجَاتٌ زِرَاعِيَّةٌ»: يېزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرى.

«مُنْتَجَاتٌ نَمَطِيَّةٌ»: ئۆلچەملىك مەھسۇلاتلار.

«مُنْتَجَاتُ النِّفْطِ»: نېفىت مەھسۇلاتلىرى.

«مُنْتَجَاتٌ صِنَاعِيَّةٌ»: سانائەت مەھسۇلاتلىرى.

مُنْتَجَاتٌ مُصَنَّعَةٌ: سانائەت مەھسۇلاتلىرى.

مُنْتِجٌ ج مُنْتِجُوْنَ: ئىشلەپچىقارغۇچى.

«الدِّوَلُ الْمُنْتِجَةُ لِلنِّفْطِ»: نېفىت ئىشلەپچىقارغۇچى دۆلەتلەر.

جُهُوْدٌ مُنْتِجَةٌ: ئۈنۈملۈك تىرىشچانلىقلار.

مُنْتَجَعٌ ج مُنْتَجَعَاتٌ: سۇ ۋە ئوت-چۆپلۈك يەر.

مُنْتَحِرٌ: ئۆزىنى ئۆلتۈرۈۋالغۇچى.

مُنْتَخِبٌ ج مُنْتَخِبُوْنَ: سايلىغۇچى.

«اِتَّجَهَ إِلَى صَنَادِيْقِ الْإِقْتِرَاعِ مُنْتَخِبُوْنَ وَمُنْتَخِبَاتٌ»: سايلام ساندۇقلىرىغا ئەر-ئايال سايلىغۇچىلار يۈزلەندى.

مُنْتَخَبٌ ج مُنْتَخَبُوْنَ: سايلانغۇچى؛ تاللانما.

«كَثُرَ مُنْتَخَبُوْ حِزْبِ الْإِسْتِقْلَالِ»: ئىستىقلال پارتىيىسىنىڭ سايلىغۇچىلىرى كۆپ بولدى.

«مُنْتَخَبَاتٌ أَدَبِيَّةٌ»: ئەدەبىي تاللانمىلار.

«مُنْتَخَبُ الْفَرِيْقِ الْقَوْمِيِّ»: مىللىي كوماندا.

«الْمُنْتَخَبُ السَّعُوْدِيّ فِي كُرَةِ الْقَدَمِ»: سەئۇدىي پۇتبول كوماندىسى.

«الْمُنْتَخَبَاتُ الْعَالَمِيَّةُ فِي كُرَةِ السَّلَّةِ»: دۇنيا ۋاسكېتبول كوماندىلىرى.

مُنْتَدِبٌ: چاقىرغۇچى، بەلگىلىگۈچى.

مُنْتَدَبٌ ج مُنْتَدَبُوْنَ: تەكلىپ قىلىنغان.

«الْمُنْتَدَبُوْنَ لِحَلِّ النِّزَاعِ»: تالاش-تارتىشنى ھەل قىلىش ئۈچۈن تەكلىپ قىلىنغانلار.

«دَوْلَةٌ مُنْتَدَبَةٌ لِمُرَاقَبَةِ الْحُدُوْدِ»: چېگرالارنى نازارەت قىلىش ئۈچۈن تەكلىپ قىلىنغان دۆلەت.

مُنْتَدًى ج مُنْتَدَاتٌ: يىغىن، ئولتۇرۇش.

«يَلْتَقِي بِرِفَاقِهِ فِي مُنْتَدَى الْأَحَدِ»: يولداشلىرى بىلەن يەكشەنبىلىك ئولتۇرۇشتا ئۇچرىشىدۇ.

مُنْتَزَهٌ: تاماشا قىلىدىغان يەر، سەيلىگاھ، سەيلە-ساياھەت ئورنى.

مُنْتَسِبٌ ج مُنْتَسِبُوْنَ: تەۋە؛ ئۇنىۋېرسىتېت سىرتىدىن ئوقۇيدىغان ئوقۇغۇچى.

«طَالِبٌ مُنْتَسِبٌ إِلَى كُلِّيَةِ الزِّرَاعَةِ»: يېزا ئىگىلىك فاكۇلتېتىغا تەۋە ئوقۇغۇچى.

«تَقْبَلُ الْكُلِّيَاتُ النَّظَرِيَّةُ آلَافًا مِنَ الْمُنْتَسِبِيْنَ كُلَّ عَامٍ»: نەزەرىيە فاكۇلتېتلىرى سىرتتىن ئوقۇيدىغانلاردىن ھەر يىلى مىڭلىغان ئوقۇغۇچىلارنى قوبۇل قىلىدۇ.

مُنْتَصِرٌ: زەپەر قۇچقۇچى، غەلىبە قىلغۇچى.

مُنْتَصَفٌ: نەرسىنىڭ ئوتتۇرىسى، نىسپى.

«مُنْتَصَفُ الطَّرِيْقِ»: يولنىڭ ئوتتۇرىسى.

«مُنْتَصَفُ النَّهَارِ»: چۈش ۋاقتى.

«مُنْتَصَفُ السَّاعَةِ الثَّانِيَّةِ»: سائەت ئىككى يېرىم.

«مُنْتَصَفُ الْعَامِ»: يىلنىڭ يېرىمى.

حَتَّى مُنْتَصَفِ اللَّيْلِ كَانَ الثَّلْجُ لَا يَزَالُ يَسْقُطُ: قار يېرىم كېچىگىچە توختىماي يېغىۋاتاتتى.

مُنْتَظِمٌ: رەتلىك، تەرتىپلىك، سىستېمىلىق.

«دِرَاسَةٌ مُنْتَظِمَةُ الْأَجْزَاءِ»: سىستېمىلىق ئۆگىنىش.

مُنْتَفِعٌ ج مُنْتَفِعُوْنَ: پايدىلانغۇچى.

«مُنْتَفِعٌ بِغَلَّةِ هَذَا الْأَرْضِ»: بۇ يەرنىڭ مەھسۇلاتىدىن پايدىلانغۇچى.

«مُنْتَفِعٌ بِحُقُوْقِهِ»: ئۆز ھوقۇقىدىن پايدىلانغۇچى.

مُنْتَقِدٌ ج مُنْتَقِدُوْنَ: ئەيىبلىگۈچى، باھالىغۇچى، ئوبزورچى، تەنقىدلىگۈچى.

مُنْتَقِمٌ: ئىنتىقام ئالغۇچى، ئۆچ ئالغۇچى، ئاداۋەت ساقلىغۇچى، قىساسكار.

مُنْتَكِسٌ: ساقايغان، ساقايغۇچى.

مَنْتَنٌ ج مَنَاتِنُ: سېسىق پۇرايدىغان يەر.

مُنْتِنٌ: سېسىق پۇراق.

«مَكَانٌ مُنْتِنٌ»: سېسىق يەر.

«مَادَّةٌ كِيمِيَاوِيَّةٌ مُنْتِنَةٌ»: پۇرايدىغان خىمىيىلىك ماتېرىيال.

مُنْتَهَبٌ: تالانغان، بۇلانغان.

مُنْتَهٍ: تاماملانغان، ئورۇندالغان، ئۆتۈپ كەتكەن، تولۇق، پۈتۈنلەي، مۇتلەق، مۇكەممەل.

مُنْتَهَى: غايە، ئاخىرقى چەك، ئاخىرقى توچكا.

«مُنْتَهَى خَطِّ الْحَافِلَةِ»: ئاپتوبۇس يولىنىڭ ئاخىرقى بېكىتى.

بِمُنْتَهَى الْبَسَاطَةِ: ناھايىتى ئاددىي.

بِمُنْتَهَى الْعِنَايَةِ: دىققەت بىلەن.

فِي مُنْتَهَى الْجَوْدَةِ: ناھايىتى ياخشى.

فِي مُنْتَهَى الْيَقْظَةِ: ئىنتايىن سەزگۈر.

فِي مُنْتَهَى السَّخَافَةِ: ناھايىتى كۈلكىلىك.

﴿عِنْدَ سِدْرَةِ الْمُنْتَهَى﴾ «قرآن»: سىدرەتۇلمۇنتەھا (دەرىخىنىڭ) يېنىدا.

«بَلَغَ الْأَمْرُ مُنْتَهَاهُ»: ئىش ئاخىرىغا يەتتى.

«كَلَامٌ فِي مُنْتَهَى الْوُضُوحِ»: ئىنتايىن ئوچۇق گەپ.

مَنْتُوجٌ ج مَنْتُوجَاتٌ: مەھسۇلات.

«الْمَنْتُوجَاتُ الزِّرَاعِيَّةُ»: يېزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرى.

«مَنْتُوجَاتٌ صِنَاعِيَّةٌ»: سانائەت مەھسۇلاتلىرى.

مَنْتُوفٌ: يۇلۇنغان موي.

مِنَثٌّ: پىتنىخور، سۆز-چۆچەك تارقاتقۇچى.

مُنْثَلِمُ الصِّيتِ: ئابرۇيى تۆكۈلگەن.

مَنْثُورٌ: چېچىلغان، تارقالغان.

﴿فَجَعَلْنَاهُ هَبَاءً مَنْثُوراً﴾ «قرآن»: ئۇنى ئۇچۇپ يۈرگەن توزاندەك قىلىۋېتىمىز.

شِعْرٌ مَنْثُورٌ: چاچما شېئىر.

مَنْجَاةٌ ج مَنَاجٍ (الْمَنَاجِي): نىجاتلىق يولى، قاچىدىغان جاي، قۇتۇلۇش يولى.

الصِّدْقُ مَنْجَاةٌ: راستچىللىق قۇتۇلۇش يولىدۇر.

مَنْجَةٌ ج مَنْجَاتٌ: مانگو - ئىسسىق جايلاردا بولىدىغان بىر خىل مېۋە.

تَكْثُرُ الْمَنْجَةُ فِي مِصْرَ: مانگو دەرىخى مىسىردا كۆپ بولىدۇ.

مُنَجِّمٌ ج مُنَجِّمُونَ: ئاسترونوم، مۇنەججىم، قورئەنداز، پالچى.

مُنَجٍّ: قۇتقۇزغۇچى.

مِنْجَدَةٌ ج مَنَاجِدُ: كامالەك، رەگەتكە.

مُنْجَذِبٌ: سەۋدايى، سارالڭ، خۇدىنى يوقاتقان، مەجنۇن، مەپتۇن قىلىنغان.

مَنْجَرٌ / مَنْجَرَةٌ ج مَنَاجِرُ: ياغاچچىلىق كارخانىسى، ياغاچچىلىق زاۋۇتى.

مِنْجَرٌ ج مَنَاجِرُ: رەندە.

مُنْجِزٌ: پۈتتۈرگۈچى، تاماملىغۇچى.

الْحُرُّ مُنْجِزٌ وَعْدَهُ: ھۆر ئادەم ۋەدىسىگە ئەمەل قىلىدۇ.

مُنْجَزَاتٌ: مۇۋەپپەقىيەتلەر، ئۇتۇقلار، نەتىجىلەر، مېۋىلەر.

مَنْجَعٌ: ئوتلاق.

مَنْجَعٌ صِحِّيٌّ: دەم ئېلىش ئۆيى، ساناتورىيە.

مِنْجَلٌ ج مَنَاجِلُ: ئورغاق.

مَنْجَلَةٌ ج مَنَاجِلُ: ئىسكەنجە، قىسقۇچ، ئامبۇر.

مَنْجَمٌ ج مَنَاجِمُ: مەنبە، ئەسلى، كېلىپ چىقىشى؛ چىقىش يولى، كان.

«لَيْسَ لَهُ مِنْ هَذَا الْأَمْرِ مَنْجَمٌ»: بۇ ئىشتا ئۇنىڭغا چىقىش يولى يوق.

«مَنْجَمُ الْفَحْمِ»: كۆمۈر كان.

«مَنَاجِمُ الْحَدِيدِ»: تۆمۈر رۇدا كانلىرى.

«شَرِكَةُ الْمَنَاجِمِ»: كان شىركىتى.

حَفْرُ الْمَنَاجِمِ: كان ئاچماق.

مِنْجَمٌ: جىلغ چوكىسى، تارازا چوكىسى.

مَنْجَنِيقٌ ج مَجَانِيقُ وَمَجَانِيقُ مَنْجَنِيقَاتٌ: قونداقلىق زەمبىرەك، قونداقلىق كۇپ، مانجاناق، قونداقلىق ئوقيا (مېخانىكىلىق كۈچ بىلەن ئېتىلىدىغان بىر خىل قەدىمكى قورال (ئوقيا).

مَنْجُوْرٌ: چىغرىق، غالتەك قۇدۇقتىن سۇ تارتىدىغان بۇل.

مَنْجًى ج مَنَاجٍ (الْمَنَاجِي): قۇتۇلىدىغان يەر؛ ئېگىز يەر، دۆڭلۈك.

مَنَحَ يَمْنَحُ مَنْحًا الشَّيْءَ: بەردى، ئاتا قىلدى، بەخش ئەتتى.

مَنَحَهُ جَائِزَةً: ئۇنى مۇكاپاتلىدى.

مَنَحَهُ وِسَامًا: ئۇنىڭغا مېدال تەقدىم قىلدى.

مَنَحَهُ مُهْلَةً: ئۇنىڭغا مۆھلەت بەردى.

قَرَّرَتِ الْمَدْرَسَةُ أَنْ تَمْنَحَ أَحْسَنَ تِلْمِيذٍ فِي كُلِّ صَفٍّ مِنَ الصُّفُوفِ جَائِزَةً ثَمِينَةً: مەكتەپ ھەربىر سىنىپتىكى ئەڭ ياخشى ئوقۇغۇچىغا قىممەتلىك مۇكاپات بېرىشنى قارار قىلدى.

مَنْحٌ: تەقدىم قىلماق، ھەدىيە قىلماق، بەرمەك.

مِنْحَاتٌ ج مَنَاحِيتُ: قىرىش پىچىقى، ئىسكىنە، ھەيكەلتىراشلىق پىچىقى، كەسكۈچ، قەلەم، ئويمىكارلىق تىغى.

مُنْحَازٌ: بىر تەرەپكە يان بېسىش.

الدُّوَلُ غَيْرُ الْمُنْحَازَةِ: بىتەرەپ دۆلەتلەر.

مِنْحَةٌ ج مِنَحٌ: سوۋغا، سوۋغات، تارتۇق، ھەدىيە، ئىنئام.

مِنْحَةٌ دِرَاسِيَّةٌ: ئوقۇش ياردەم پۇلى.

مِنْحَةُ الْإِنْتَاجِ: ئىشلەپچىقىرىش مۇكاپات پۇلى.

مِنْحَةُ التَّصْدِيرِ: ئېكسپورت مۇكاپات ياردەم پۇلى.

إِسْتَلَمَ مِنْحَتَهُ الدِّرَاسِيَّةَ: ئوقۇش ياردەم پۇلىنى ئالدى.

مُنْحَدِرٌ: يانتۇلۇق.

مُنْحَدَرٌ ج مُنْحَدَرَاتٌ: يانتۇلۇق، يانتۇ، تۆپىلىك، قاپتال.

مَنْحَرٌ ج مَنَاحِرُ: بوغۇز، بوغۇزلايدىغان يەر، قۇشخانا.

مَنْحَرُ الْجَمَلِ: تۆگىنىڭ بوغۇزلايدىغان يېرى.

مُنْحَرِفٌ: يولدىن چىقىپ كەتكۈچى، تايتىن چىقىپ كەتكەن، بۇرۇلۇپ كەتكەن، قىڭغىر، قىيسىق.

مُنْحَرِفُ الْمِزَاجِ: مىجەزىنىڭ ئۆزگىرىشى.

مُنْحَرِفُ الصِّحَّةِ: ساقسىزلىق.

مُنْحَرِفُ الْأَخْلَاقِ: ئەخلاقى ناچار.

مَنْحَلَةٌ ج مَنَاحِلُ: ھەسەل ھەرىسى باقىدىغان يەر، ئومارتا.

مُنْحَلٌّ: ئاجرالغان، ئايرىلغان، چۇشكۈنلەشكەن، ئاجىزلاشقان، زاۋالغا يۈزلەنگەن، يىمىرىلگەن.

مُجْتَمَعٌ مُنْحَلٌّ: چىرىكلەشكەن جەمئىيەت.

شَخْصٌ مُنْحَلٌّ: بەت ئەخلاق ئادەم، بەتقىلىق ئادەم.

مُنْحَنٍ: ئەگرى.

مُنْحَوَتٌ: ئويۇلغان، چېپىلغان، تۈزلەنگەن، قىرىلغان.

مَنْحُوْرٌ: بوغۇزلانغان، ئۆلتۈرۈلگەن، كۆكرەكنىڭ ئۈستى تەرىپى.

تَنْمُوْ فِي الْمَنْحُوْرَاتِ أَشْجَارٌ مُتَفَاوِتَةُ الطُّوْلِ: تاغ باغرىدا ئېگىز-پەس دەرەخلەر ئۆسىدۇ.

مَنْحُوْسٌ ج مَنْحُوْسَاتٌ: پالاكەتچىلىككە قالغان، نەس باسقان، بىتەلەي، بەختسىز.

مَنْحُوْلٌ: ئويىدۇرما، ئويىدۇرۇپ چىقىرىلغان، توقۇلما.

مَنْحًى ج مَنَاحٍ (الْمَنَاحِي): يۆنىلىش، يۈزلىنىش،

ساھە، يول.

«مَنْحَاةُ الْأَخْلَاقِيّ»: ئۇنىڭ ئەخلاقىي يۈزلىنىشى.

«مَنْحَاةُ الْأَدَبِيّ»: ئۇنىڭ ئەدەبىي يۈزلىنىشى.

مَنَاحِي الْحَيَاةِ: تۇرمۇش يوللىرى.

مَنْخَرٌ / مَنْخِرٌ ج مَنَاخِرُ: بۇرۇن، تۇمشۇق، خارتۇم.

مُنْخَفِضٌ: تۆۋەن، پەس.

مُنْخَفِضٌ جَوِّيٌّ: ھاۋاسى تۆۋەن جاي.

مُنْخَفَضٌ ج مُنْخَفَضَاتٌ: ئويمان، ۋادا، چوڭقۇرلۇق.

مُنْخَفَضٌ أَرْضِيٌّ: ئويمانلىق، ئويمان يەر.

مُنْخَفِضَاتٌ: ئويمانلىقلار.

مُنْخُلٌ ج مَنَاخِلُ: ئەلگەك، غەلۋىر.

مَنْخُوْرٌ: چىرىپ كەتكەن، خوراپ كەتكەن، كۆيە يەپ كەتكەن.

مَنْخُوْلِيَا: خامۇشلۇق كېسىلى، مالىخولىيا.

مِنْدَاصٌ ج مَنَادِيْصُ: ئاللىقاپ.

رَجُلٌ مِنْدَاصٌ: ئاللىقاپ ئادەم.

إِمْرَأَةٌ مِنْدَاصٌ: شاللاق ئايال.

مِنْدَخٌ: يۈزى قېلىن، نومۇسسىز.

مُنْدَّخٌ: يۈزى قېلىن، نومۇسسىز.

مُنْدَرَجَاتٌ: مەزمۇن، مۇندەرىجە.

مِنْدَفٌ. مِنْدَفَةٌ ج مَنَادِفُ: پاختا ئاتىدىغان سايمان(دۇكان).

مَنْدَلٌ: خۇشبۇي ياغاچ.

مَنْدَمٌ: نادامەت، پۇشايمان.

مُنْدَمِجٌ: ئىرلەشكەن، بىرىككەن، ئىخچام، يىغىنچاق.

مُنْدَمَقٌ: كىرىش ئېغىزى، يول.

مَنْدُوْبٌ: ياخشىلىقلىرى ئېيتىلغان، ماتەم تۇتۇلغۇچى، تەزىيە بىلدۈرۈلگۈچى، مۇستەھەب، ياخشى ئىش.

مَنْدُوْبٌ ج مَنْدُوْبُوْنَ: ئەلچى، ۋەكىل.

«مَنْدُوْبٌ خَاصٌّ»: خاس ئەلچى.

«مَنْدُوْبٌ تِجَارِيّ»: سودا ۋەكىلى.

مَنْدُوْبٌ سَامٍ: يۇقىرى دەرىجىلىك ۋەكىل.

مَنْدُوْبٌ فَوْقَ الْعَادَةِ: ئالاھىدە باش ۋەكىل.

مَنْدُوْبُ الْجَرِيْدَةِ: گېزىتخانا مۇخبىرى.

حَضَرَ إِحْتِفَالَاتِ الْعِيْدِ الْوَطَنِيِّ بِصِفَتِهِ مَنْدُوْبًا: ئۇ ۋەكىل بولۇش سۈپىتىدە دۆلەت بايرىمىنى تەبرىكلەش يىغىنىغا قاتناشتى.

الْمَنْدُوْبُوْنَ مُنْتَظِرُوْنَ فِي الْمَطَارِ: ۋەكىللەر ئايرودرومدا كۈتۈپ تۇرماقتا.

الْمَنْدُوْبُوْنَ مُفَوَّضُوْنَ عَنْ دُوَلِهِ: تولۇق ھوقۇقلۇق باش ئەلچىلەر.

مَنْدُوْحَةٌ: ئىمكانىيەت، كەڭ.

أَرْضٌ مَنْدُوْحَةٌ: كەڭ زېمىن.

لَا مَنْدُوْحَةَ لَكَ عَنْ هَذَا الْأَمْرِ: بۇ ئىشتا سېنىڭ تاللاش ئىمكانىيىتىڭ يوق.

هَذِهِ الْمَعْلُوْمَاتُ لَا مَنْدُوْحَةَ لَهُ عَنْهَا: بۇ ماتېرىياللار ئۇنىڭ ئۈچۈن كەم بولسا بولمايدۇ.

مِنْدِيْلٌ ج مَنَادِيْلُ: لۆڭگە، ياغلىق؛ چۈمبەل.

مِنْدِيْلُ الرَّأْسِ: باش ياغلىقى.

«يَمْخُطُ التِّلْمِيْذُ النَّظِيْفُ فِي مِنْدِيْلِهِ»: پاكىز ئوقۇغۇچى ياغلىق بىلەن بۇرنىنى ئېرتىپ تۇرىدۇ.

مُنْذُ: .... دىن بۇيان، .... دىن تارتىپ، .... نىڭ مابەينىدە، .... دىن، .... تىن.

مُنْذُ ذَالِكَ الْوَقْتِ: شۇنىڭدىن بۇيان، شۇنىڭدىن تارتىپ.

مَا زَالَ يَدْرُسُ مُنْذُ هُوَ فَتًى: ئۇ يىگىتلىك ۋاقىتلىرىدىن تارتىپلا ئۆگىنىش بىلەن بولدى.

مَا خَرَجَ مِنَ الْبَيْتِ مُنْذُ نَزَلَ الْمَطَرُ: ئۇ يامغۇر ياغقاندىن بۇيان ئۆيدىن چىقمىدى.

مُنْذِرٌ ج مُنْذِرُوْنَ: ئاگاھلاندۇرغۇچى، قورقۇتقۇچى.

﴿إِنَّمَا أَنتَ مُنذِرٌ...﴾ ‹قۇرئان›: «سەن پەقەت بىر ئاگاھلاندۇرغۇچى».

أَبُو مُنْذِرٍ: خوراز.

مُنْذَهِلٌ: قىيىن ئەھۋالدا قالغۇچى، ئىلاجسىز قالغۇچى، چارىسىز قالغۇچى.

مِنْزَاحٌ: يىراق سەپەرگە تولا چىقىدىغان ئادەم.

مِنَزٌّ: ھەرىكەتچان، بۆشۈك.

رَجُلٌ مِنَزٌّ: ھەرىكەتچان ئادەم.

مَنْزِلٌ ج مَنَازِلُ: مەنزىل، چۈشىدىغان يەر، ئۆي، خانە، قورۇ.

«أَنْزَلَهُ مَنْزِلًا حَسَنًا»: ئۇنى ياخشى ئۆيگە چۈشۈردى.

«مَنَازِلُ اللَّهْوِ وَاللَّعِبِ»: ئويۇنخانىلار.

«أَنْزِلُوا النَّاسَ مَنَازِلَهُمْ» ‹حدىيث›: «كىشىلەرگە ئۆز لايىقىدا مۇئامىلە قىلىڭلار».

«صَاحِبُ هَذَا الْمَنْزِلِ فُلَانٌ»: بۇ قورۇنىڭ ئىگىسى پالانى.

«أَهْلُ هَذَا الْمَنْزِلِ أَجَانِبُ»: بۇ قورۇدىكىلەر چەت ئەللىكلەر.

«مَنَازِلُ الْقَمَرِ»: ئاينىڭ ئورۇنلىرى.

مُنْزَلٌ: ۋەھىي قىلىنغان، نازىل قىلىنغان.

مَنْزِلَةٌ ج مَنَازِلُ: ئورۇن، مەرتىۋە، ئىلمىي ئورۇن، دەرىجە، ۋەزىپە.

«لَهُ مَنْزِلَةٌ عِنْدَ رَئِيسِهِ»: ئۇنىڭ باشلىقى ئالدىدا ئورنى بار.

«فُلَانٌ رَفِيعُ الْمَنْزِلَةِ فِي الْمُجْتَمَعِ»: پالانى جەمئىيەتتە يۇقىرى مەرتىۋىگە ئىگە.

مُنْزَلَقٌ: تەكشى ئۆي، سىلىق جاي، غىلتاك يەر.

مَنْزِلِيٌّ: ئائىلىۋى، ئائىلىنىڭ.

«عَمَلٌ مَنْزِلِيٌّ»: ئۆي خىزمىتى، ئائىلە ئىشى.

«أَدَوَاتٌ مَنْزِلِيَّةٌ»: ئائىلە سايمانلىرى.

«دِرَاسَةٌ مَنْزِلِيَّةٌ»: خەت ئارقىلىق ئوقۇش.

مِنْسَأَةٌ: ھاسا.

﴿مَا دَلَّهُمْ عَلَى مَوْتِهِ إِلَّا دَابَّةُ الْأَرْضِ تَأْكُلُ مِنسَأَتَهُ﴾ ‹قۇرئان›: «سۇلەيماننىڭ ئۆلگەنلىكىدىن جىنلارنى پەقەت ئۇنىڭ ھاسىسىنى يېگەن قۇرتلار خەۋەر قىلدى».

مِنْسَجٌ ج مَنَاسِجُ: رەخت توقۇش ماشىنىسى.

مِنْسَجٌ آلِيٌّ: رەخت توقۇش ئىستانوكى.

مُنْسَجِمٌ: پىكىر ۋە يۆنىلىشتە بىرلىككە كەلگۈچى، ماس، راۋان، رەتلىك، تەكشى، مۇۋاپىق، ئويغۇن.

مِنْسَرٌ: قۇش تۇمشۇقى.

مُنْسَرِحٌ: ئەركىن، ھۆر، چەكلىمىگە ئۇچرىمىغان، بىر خىل، بىردەك، تەپتەكشى.

مُنْسَرِحُ الْقَامَةِ: قەددى- قامەتلىك.

مُنَسِّقٌ ج مُنَسِّقُونَ: تەرتىپكە سالغۇچى، تىزغۇچى، رەتلىگۈچى.

«عُيِّنَ مُنَسِّقًا لِلَّجْنَةِ الْمُعْجَمِ»: ئۇ لۇغەت تۈزۈش كومىتېتىغا يېتەكچىلىك قىلغۇچى قىلىپ بەلگىلەندى.

مِنْسَغٌ: شىمال شامىلى.

مِنْسَفٌ ج مَنَاسِفُ: غەلۋىر، ئۆتكەمە، ئەگلەك.

مِنْسَفَةٌ ج مَنَاسِفُ: غەلۋىر؛ بىنا ئۆرۈش ماشىنىسى.

مَنْسِكٌ / مَنْسَكٌ ج مَنَاسِكُ: شەرىئەت، قۇربانلىق قىلىدىغان جاي، زاھىتلىق يولى.

﴿لِكُلِّ أُمَّةٍ جَعَلْنَا مَنسَكاً هُمْ نَاسِكُوهُ﴾ ‹قۇرئان›: «ھەر ئۈممەت ئۈچۈن بىر شەرىئەت بېكىتتۇق، ئۇلار شۇ شەرىئەتكە ئەمەل قىلىدۇ».

مَنَاسِكُ الْحَجِّ: ھەج ئىبادەتلىرى، ھەج پائالىيەتلىرى.

﴿فَإِذَا قَضَيْتُم مَّنَاسِكَكُمْ فَاذْكُرُوا اللَّهَ﴾ ‹قۇرئان›: «سىلەر ھەجگە ئائىت ئىبادەتلەرنى ئادا قىلغاندىن كېيىن ئاللاھنى ياد ئېتىڭلار».

مُنْسَكِبٌ: تۆكۈلگەن، قۇيۇلغان، سېپىلگەن.

**مُنْسَلِخٌ**: تېرە تاشلىغان، قاسراق تاشلىغان، تـوك تاشلىغان.

**مَنْسِمٌ**: تۆگە تاپىنى.

**مَنْسُوبٌ**: مەنسۇپ، مۇناسىۋەتلىك؛ سىلىشتۇرما.

**مَنْسُوجٌ ج مَنْسُوجَاتٌ**: توقۇلما، رەخت، گەزلىمە.

«**مَنْسُوجَاتٌ قُطْنِيَّةٌ**»: پاختا توقۇلمىلار.

«**مَنْسُوجَاتٌ مُسْتَوْرَدَةٌ**»: ئىمپورت قىلىنغان رەختلەر.

**هَذَا الْمَصْنَعُ يُنْتِجُ الْمَنْسُوجَاتِ الْقُطْنِيَّةَ بِمَقَادِيرَ هَائِلَةٍ**: بۇ زاۋۇت پاختا توقۇلما مەھسۇلاتلىرىنى زور تۈركۈملەپ ئىشلەپ چىقارماقتا.

**مَنْسُوخٌ**: بىكار قىلىنغان، ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان، ئۆچۈرۈلگەن، تەقلىد قىلىپ ياسالغان، مەنسۇخ قىلىنغان.

**مِنْشَارٌ ج مَنَاشِيرُ**: ھەرە.

«**مِنْشَارٌ مَعَادِنٌ**»:تۆمۈر كېسىدىغان ھەرە.

«**مِنْشَارٌ يَدَوِيٌّ**»: قول ھەرىسى.

«**مِنْشَارٌ كَهْرَبَائِيٌّ**»: توك ھەرىسى.

**مَنْشَأٌ**: تۇغۇلۇپ ئۆسكەن جاي، تېگى-تەكتى، سەۋەب؛ مەنبە، ئەسلى، يىلتىزى، كېلىپ چىقىشى.

«**مَنْشَؤُهُ مَدِينَةُ الْجَزَائِرِ**»: ئۇ ئالجىر شەھىرىدە تۇغۇلۇپ ئۆسكەن.

**مَا مَنْشَأُ هَذَا الْإِضْطِرَابِ**: بۇ قالايمىقانچىلىقنىڭ سەۋەبى نېمە؟

**مُنْشِئٌ**: ئاساس سالغۇچى، قۇرغۇچى، تەسىس قىلغۇچى، ئۆلىنى تىكلىگۈچى، ياراتقۇچى، ئىجاد قىلغۇچى، كەشىپ قىلغۇچى، تۈزگۈچى؛ مۇھەررىر؛ يازغۇچى، ئاپتور.

**مُنْشَأَةٌ ج مُنْشَآتٌ**: ئىدارە، ئورگان، كارخانا، شىركەت، مۇئەسسەسە، ئاپپارات، قۇرۇلما.

**مُنْشِدٌ ج مُنْشِدُونَ**: ناخشىچى، قوشاقچى، غەزەلخان، دېكلاماتسىيە قىلغۇچى.

**مَنْشَرٌ ج مَنَاشِرُ**: كىيىم يايىدىغان يەر.

«**نَشَرَ الثَّوْبَ فِي الْمَنْشَرِ**»: كىيىمنى كىيىم يايىدىغان يەرگە يايدى.

**مَنْشَرَةٌ ج مَنْشَرَاتٌ وَمَنَاشِرُ**: شالچىلىق زاۋۇتى.

**مُنْشَرِحٌ**: خۇشال، شاد.

**أَقْبَلْتُ عَلَى مَدْرَسَتِي وَأَنَا مُنْشَرِحُ الصَّدْرِ**: مەن مەكتەپكە خۇشال-خۇرام ھالدا ماڭدىم.

**مِنَشَّةٌ ج مِنَشَّاتٌ**: چىۋىن قورۇيدىغان پالاق.

**مُنَشَّرٌ م مُنَشَّرَةٌ**: يېيىلغان، تارقىتىلغان، نەشر قىلىنغان.

«**ثِيَابٌ مُنَشَّرَةٌ**»: يېيىلغان كىيىملەر.

«**كُتُبٌ مُنَشَّرَةٌ**»: نەشر قىلىنغان كىتابلار.

**مُنَشِّطٌ**: روھلاندۇرغۇچى، تېتىكلەندۈرگۈچى.

«**دَوَاءٌ مُنَشِّطٌ**»: روھلاندۇرۇش دورىسى.

**مُنَشًّى**: پاتلانغان، كراخماللانغان.

**مُنَشِّي**: پاتلىغۇچى، كراخماللىغۇچى.

**مَنْشَطٌ**: پائالىيەت مەيدانى.

**مِنْشَغٌ . مِنْشَغَةٌ ج مَنَاشِغُ**: ناسىۋال قۇتىسى.

**مُنْشَعِبٌ**: تارماق، شۆبە.

**مِنْشَغٌ وَمِنْشَغَةٌ ج مَنَاشِغُ**: ناسىۋال قۇتىسى.

**مِنْشَفَةٌ ج مَنَاشِفُ**: لۆڭگە.

**مَنْشُودٌ**: تەلەپ قىلىنغان، ئارزۇ قىلىنغان.

«**هَدَفٌ مَنْشُودٌ**»: كۆزلەنگەن نىشان.

«**غَايَةٌ مَنْشُودَةٌ**»: ئىزدەلگەن غايە.

**مَنْشُورٌ ج مَنْشُورَاتٌ وَمَنَاشِيرُ**: ئۇقتۇرۇش، تەشۋىق ۋەرەقىسى.

«**مَنْشُورٌ مِنْ وَزَارَةِ التَّرْبِيَةِ وَالتَّعْلِيمِ**»: مائارىپ مىنىستىرلىقىنىڭ ئۇقتۇرۇشى.

**مِنْصَالٌ ج مَنَاصِيلُ**: ھاۋانچا تېشى.

**مَنْصِبٌ ج مَنَاصِبُ**: مەرتىۋە، مەنسەپ، ۋەزىپە، خىزمەت ئورنى، ئەمەل، ئەسلى، تېگى.

لَهُ مَنْصِبٌ: ئۇ مەرتىۋىلىك ئادەم.

إِسْتَقَالَ مِنْ مَنْصِبِهِ: ۋەزىپىسىدىن ئىستېپا بەردى.

مَنْصِبُ صِدْقٍ: ماھىيىتى ياخشى.

«مَنْصِبُ الْقَضَاءِ»: قازىلىق (سوتچىلىق) مەنسىپى.

«هُوَ مِنْ أَرْبَابِ الْمَنَاصِبِ»: ئۇ ئەمەلدارلاردىن.

مِنْصَبٌ ج مَنَاصِبُ: تۆمۈر ئوچاق.

مُنْصَرَفٌ: ئىشلىك ئالدى، يول، چارە، ئامال، ئېكسپورت، باشلىنىش نۇقتىسى، چىقىش جايى.

لَيْسَ لَنَا عَنْهُ مُنْصَرَفٌ: بىز ئۇنىڭدىن قۇتۇلالمىدۇق، بۇنىڭدىن ئايرىلالمايمىز.

مُنْصَرِمٌ: ئۆتكەن، ئۆتكەنكى.

الْعَامُ الْمُنْصَرِمُ: ئۆتكەن يىل.

حَبْلٌ مُنْصَرِمٌ: ئۈزۈلگەن ئارغامچا.

زَارَنَا فِي الشَّهْرِ الْمُنْصَرِمِ: ئۆتكەن ئايدا بىزنى يوقلىدى.

مَوَدَّةٌ مُنْصَرِمَةٌ: ئۈزۈلگەن دوستلۇق.

مِنَصَّةٌ ج مَنَاصٌّ وَمَنَصَّاتٌ: مۇنبەر، سەھنە.

مِنَصَّةُ الْقَضَاءِ: سوت مۇنبىرى.

مِنَصَّةُ الْخُطْبَةِ: خۇتبە مۇنبىرى.

مِنَصَّةُ الدَّرْسِ: دەرس مۇنبىرى.

وُضِعَ فُلَانٌ عَلَى الْمِنَصَّةِ: پالانى مەيدانغا تارتىپ چىقىرىلدى، رەسۋا بولدى.

سَعَى وَوَصَلَ إِلَى مِنَصَّةِ الْحُكْمِ: ھاكىمىيەتنى قولغا ئالدى.

مُنْصِفٌ: تەڭ بۆلگۈچى، تەڭشى بۆلگۈچى.

رَجُلٌ مُنْصِفٌ: سەللىلىك ئادەم.

مُنْصِفٌ: ئادىل، ھەققانىي، خالىس، ئىنساپلىق.

مُنْصُلٌ ج مَنَاصِلُ: قىلىچ.

مَنْصُوبٌ: تىكلەنگەن، ئۆرە.

«خَيْمَةٌ مَنْصُوبَةٌ»: تىكلەنگەن چېدىر.

مَنْصُورٌ ج مَنْصُورُونَ م مَنْصُورَةٌ: زەپەر قۇچقۇچى؛ غەلىبە قىلغۇچى، يەڭگۈچى.

﴿فَلَا يُسْرِفْ فِي الْقَتْلِ إِنَّهُ كَانَ مَنْصُوراً﴾ «قۇرئان»: «ئۇ كىشى قىساس ئېلىشتا چەكتىن چىقىپ كەتمىسۇن. (ناھەق ئۆلتۈرۈلگۈچىنىڭ ئىگىسىگە ئاللاھ ھەققەتەن مەدەتكاردۇر)».

مَنْصُوصٌ: بەلگىلەنگەن.

مِنْضَاجٌ ج مَنَاضِيجُ: زىق.

مِنْضَحَةٌ ج مَنَاضِحُ: سۇ سېپىدىغان سايمان، سۇ سەپكۈچ.

مِنْضَخَةٌ ج مَنَاضِخُ: سۇ چاچقۇچ، سۇ پۈركىگۈچ.

مِنْضَدَةٌ ج مَنَاضِدُ: ئۈستەل، شىرە، كىچىك ئۈستەل، كىچىك شىرە.

مِنْضَدَةُ كُتُبٍ: كىتاب تەكچىسى.

سَيَكُونُ الْعَشَاءُ جَاهِزاً بَعْدَ قَلِيلٍ فَلْتَرْفَعْ هَذِهِ الْأَشْيَاءَ مِنَ الْمِنْضَدَةِ: بىرئازدىن كېيىن كەچلىك تاماق تەييار بولىدۇ، ئۈستەلدىكى نەرسىلەرنى ئېلىۋېتەيلى.

مُنَضِّدٌ ج مُنَضِّدُونَ: نابورچىك، مەتبە ھەرپلىرىنى تىزغۇچى.

مُنْطَادٌ مَنَاطِيدُ وَمَطَاوِدُ: ھاۋا كېمىسى، دىرىژابىل، ئېگىز.

مِنْطَبٌ وَمِنْطَبَةٌ ج مَنَاطِبُ: سۈزگۈچ.

مَنْطَبَةٌ ج مَنَاطِبُ: مەتۇ، گالۋاك، ئەخمەق.

مُنْطَرِحٌ: تاشلىۋېتىلگەن.

مَنْطِقٌ: سۆزلىمەك؛ گەپ-سۆز، تىل، لوگىكا.

«مَنْطِقُهُ حَسَنٌ»: ئۇنىڭ گېپى چىرايلىق.

﴿عُلِّمْنَا مَنطِقَ الطَّيْرِ﴾ «قۇرئان»: «بىزگە قۇشلارنىڭ تىلى تەلىم بېرىلدى».

مِنْطَقٌ. مِنْطَقَةٌ ج مَنَاطِقُ: كەمەر.

مِنْطَقَةٌ / مَنْطِقَةٌ ج مَنَاطِقُ: رايون، جاي، يەر.

«مِنْطَقَةُ الْبَحْرِ الْمُتَوَسِّطِ»: ئوتتۇرا دېڭىز رايونى.

«الْمِنْطَقَةُ الْإِسْتِوَائِيَّةُ»: ئېكۋاتور رايونى.

«اَلْمِنْطَقَةُ الْقُطْبِيَّةُ»: قۇتۇپ رايونى.

«مِنْطَقَةٌ مُحْتَلَّةٌ»: ئىشغال قىلىنغان رايون.

«مِنْطَقَةُ النِّفْطِ»: نېفىت رايونى، نېفىتلىك.

«مِنْطَقَةُ الْحُدُودِ»: چېگرا رايونى.

«مِنْطَقَةٌ حَرْبِيَّةٌ»: ئۇرۇش رايونى.

«مِنْطَقَةُ التِّجَارَةِ الْحُرَّةِ»: ئەركىن سودا رايونى.

«مِنْطَقَةُ نُفُوذٍ»: تەسىر دائىرىسى.

«مِنْطَقَةٌ مُحَرَّمَةٌ»: چەكلەنگەن رايون.

مِنْطَقَةٌ مَمْنُوعَةٌ: قوغدىنىش رايونى، چەكلەنگەن رايون.

مِنْطَقَةٌ عَسْكَرِيَّةٌ: ھەربىي رايون.

مِنْطَقَةٌ إِنْتِدَابِيَّةٌ: ۋاكالىتەن باشقۇرۇلىدىغان رايون.

مِنْطَقَةُ النَّجَاةِ: (سۇدىن) قۇتۇلدۇرۇش بالونى.

اَلْمِنْطَقَةُ الْحَارَّةُ الْإِسْتِوَائِيَّةُ: ئىسسىق بەلۋاغ، تروپىك بەلۋاغ.

مِنْطَقِيٌّ: بەلۋاغسىمان، رايون خاراكتېرلىك.

مَنْطِقِيٌّ: لوگىكىلىق، لوگىك، لوگىكا.

مَنْطِقِيَّةٌ: ئەقىلگە مۇۋاپىق.

مَنْطُوقٌ: ئىبارە، جۈملە، سۆز-ئىبارە.

مِنْظَارٌ ج مَنَاظِيرُ: ئەينەك، مىكروسكوپ، تېلېسكوپ.

«مِنْظَارٌ فَلَكِيٌّ»: ئاسترونومىيە تېلېسكوپى.

مَنْظَرٌ ج مَنَاظِرُ: كۆرۈنۈش، كۆزنىتىش ئورنى.

«مَنْظَرٌ عَامٌّ لِلْمَدِينَةِ»: شەھەرنىڭ ئومۇمىي كۆرۈنۈشى.

«مَنَاظِرُ طَبِيعِيَّةٌ»: تەبىئىي كۆرۈنۈشلەر.

بَعْدَ أَنْ شَاهَدْتُ هَذَا الْمَنْظَرَ الْمُؤَثِّرَ لَمْ أَسْتَطِعْ أَنْ أَحْبَسَ دُمُوعِي: بۇ تەسىرلىك كۆرۈنۈشنى كۆرگەندىن كېيىن كۆز يېشىمنى توختىتالماي قالدىم.

مَنَاظِرُ خَارِجِيَّةٌ: تاشقى كۆرۈنۈشلەر.

«صَعِدَ الْجُنْدِيُّ إِلَى الْمَنْظَرِ لِيَرْصُدَ حَرَكَاتِ الْعَدُوِّ»: ئەسكەر دۈشمەن ھەرىكەتلىرىنى كۆزىتىش ئۈچۈن كۆزىتىش ئورنىغا چىقتى.

مَنْظَرَةٌ ج مَنَاظِرُ: كۆرۈنۈش، مەنزىرە، راۋاق، مېھمانخانا.

«مَنْظَرَةٌ جَمِيلَةٌ تَرْتَاحُ فِيهَا النَّفْسُ»: كىشى راھەتلىنىدىغان گۈزەل مەنزىرە.

«فِي الْحَدِيقَةِ الْعُمُومِيَّةِ مَنْظَرَةٌ»: ئاممىۋى باغچىدا راۋاق بار.

مُنَظِّفٌ ج مُنَظِّفَاتٌ: سوپۇن قاتارلىق تازىلاش بۇيۇملىرى.

مُنَظِّمٌ ج مُنَظِّمُونَ: تىزغۇچى، رەتلىگۈچى، تەشكىللىگۈچى، ئۇيۇشتۇرغۇچى، تۈزگۈچى، تەرتىپكە سالغۇچى.

«مُنَظِّمُ حَفَلَاتٍ»: يىغىنلارنى ئۇيۇشتۇرغۇچى.

مُنَظَّمٌ: رەتلىك، تەرتىپلىك.

«اِجْتِمَاعٌ مُنَظَّمٌ»: تەرتىپلىك يىغىن.

«غُرْفَةٌ مُنَظَّمَةٌ»: رەتلىك ھۇجرا.

«جَيْشٌ مُنَظَّمٌ»: مۇنتىزىم ئارمىيە.

«شَبَابٌ غَيْرُ مُنَظَّمٍ»: تەشكىلسىز ياشلار.

مُنَظَّمَةٌ ج مُنَظَّمَاتٌ: تەشكىلات.

«مُنَظَّمَةُ الشَّبَابِ»: ياشلار تەشكىلاتى.

«مُنَظَّمَةُ الْأُمَمِ الْمُتَّحِدَةِ»: بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى.

«مُنَظَّمَةُ الْوَحْدَةِ الْإِفْرِيقِيَّةِ»: ئافرىقا بىرلىكى تەشكىلاتى.

«مُنَظَّمَةُ التَّحْرِيرِ الْفَلَسْطِينِيَّةِ»: پەلەستىن ئازادلىق تەشكىلاتى.

«مُنَظَّمَةُ الْعَرَبِيَّةِ لِلتَّرْبِيَّةِ وَالثَّقَافَةِ وَالْعُلُومِ»: ئەرەب مائارىپ، مەدەنىيەت ۋە ئىلىم-پەن تەشكىلاتى.

«مُنَظَّمَةُ الْعَمَلِ الدَّوْلِيَّةِ»: خەلقئارا ئەمگەك تەشكىلاتى.

«مُنَظَّمَةُ الصِّحَّةِ الْعَالَمِيَّةِ»: دۇنيا سەھىيە تەشكىلاتى.

«مُنَظَّمَةُ الْأَقْطَارِ الْمُصَدِّرَةِ لِلنِّفْطِ»: نېفىت ئېكسپورت قىلغۇچى دۆلەتلەر.

«مُنَظَّمَةُ الْأَقْطَارِ الْعَرَبِيَّةِ الْمُصَدِّرَةِ لِلنِّفْطِ»: نېفىت ئېكسپورت قىلىدىغان ئەرەب دۆلەتلىرى بىرلەشمىسى.

مُنَظَّمَةٌ دُوَلِيَّةٌ: خەلقئارا تەشكىلات.

مِنْظَفَةٌ ج مَنَاظِفُ: تازىلىغۇچ، كىرئالغۇ.

مَنْظُورٌ: قارالغان، كۆرۈلگەن، قاراشقا بولىدىغان، كۆرگىلى بولىدىغان؛ ئۈمىدلىك، ئارزۇلۇق، ئۈمىد بىلەن قارىلىدىغان.

«سَيِّدٌ مَنْظُورٌ»: ئۈمىدلىك خوجايىن.

طِفْلٌ مَنْظُورٌ: كۆز تەگكەن بوۋاق.

«سَيَّارَةٌ مَنْظُورَةٌ»: كۆركەم ماشىنا.

مَنْظُومٌ: تىزىلغان، تىزىق، رەتلىك، شېئىر.

«عِقْدٌ مَنْظُومٌ»: تىزىق مارجان.

«أَجَادَ الْمَنْظُومَ وَالْمَنْثُورَ»: شېئىرىي ۋە نەسرىي ئەسەرلەرنى ئىجاد قىلدى.

مَنْظُومَةٌ ج مَنْظُومَاتٌ: قەسىدە (شېئىر).

«مَنْظُومَةُ إِبْنِ مَالِكٍ فِي النَّحْوِ»: ئىبنى مالىكنىڭ نەھۋى (سىنتاكسىس)دىكى مەنزۇمەسى.

مَنَعَ يَمْنَعُ مَنْعًا: توستى، چەكلىدى، مەنئى قىلدى.

مَنَعَ اللّٰهُ الْخَمْرَ: ئاللاھ ھاراقنى چەكلىدى.

مَنَعَهُ مِنْ حَقِّهِ: ئۇنىڭ ھەققىنى بەرمىدى.

مَنُعَ يَمْنُعُ مَنَاعَةً وَمَنَاعًا الشَّخْصُ: ساغلام بولدى، قاۋۇل بولدى، كۈچلۈك بولدى.

مَنُعَ الشَّيْءُ: ئېرىشىش قىيىن بولدى.

مَنْعٌ: مەنئى قىلماق، توسۇماق، چەكلىمەك، ئالدىنى ئالماق.

مَنْعُ الْإِنْتِشَارِ النَّوَوِيِّ: يادرو كېڭىيىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش.

مَنْعَاةٌ ج مَنَاعٍ: ئۆلۈم خەۋىرى.

مِنْعَامٌ: كۆپ سەدىقە قىلغۇچى، ساخاۋەتچى.

مِنْعَبٌ. مِنْعِبٌ: ۋارقىراپ-جارقىرايدىغان ئەخمەق، تېز ماڭىدىغان تۆگە، يورغا ئات.

مَنَعَةٌ. مِنْعَةٌ: كۈچ- قۇۋۋەت، نوپۇز.

هُوَ فِي مَنَعَةٍ: ئۇ نوپۇزلۇق، ئۇ كۈچلۈك.

مُنْعَرَجٌ ج مُنْعَرَجَاتٌ: ئەگرى-بۈگرى، ئەگرى- توقاي (يول قاتارلىقلارنىڭ).

مُنْعَرَجُ الطَّرِيقِ: يولنىڭ بۇرۇلۇش جايى.

مُنْعَرَجُ الْوَادِي: ئويمانلىقنىڭ ئەگرى-توقاي جايلىرى، ئېگىز-پەس جايلىرى.

مُنْعِشٌ: ئېتىكلەشتۈرىدىغان، روھلاندۇرىدىغان، جانلاندۇرىدىغان، ئىلھاملاندۇرىدىغان، كىشىنى رىغبەتلەندۈرىدىغان.

«دَوَاءٌ مُنْعِشٌ»: ئېتىكلەشتۈرىدىغان دورا، روھلاندۇرۇش دورىسى.

كَلَامٌ مُنْعِشٌ: ئىلھامبەخش گەپ-سۆزلەر.

طَقْسٌ مُنْعِشٌ: ئوچۇق ھاۋا.

مُنْعِشَاتٌ: چاي ۋە ناشتىلىق.

مُنْعَطَفٌ ج مُنْعَطَفَاتٌ: ئېگىلگەن، قىڭغايغان، ئەگرى، قىڭغىر، كوچا، تار كوچا، بۇرۇلۇش نۇقتىسى.

إِخْتَفَى عِنْدَ مُنْعَطَفِ الطَّرِيقِ: يولنىڭ بۇرۇلۇش نۇقتىسىدا غايىب بولدى.

تَجْتَازُ الْأُمَّةُ الْعَرَبِيَّةُ مُنْعَطَفًا خَطَرًا: ئەرەب مىللىتى جىددىي بۇرۇلۇش نۇقتىسىنى باشتىن كەچۈرمەكتە.

مُنَعَّمٌ ج مُنَعَّمُونَ: سىلىق، باياشات.

فَلَّاحٌ مُنَعَّمٌ: باياشات دېھقان.

كَلَامٌ مُنَعَّمٌ: سىلىق گەپ.

مُنْعَكِسٌ: ئاغدۇرۇلغان، ئەتۇر ئۆرۈلگەن، ئەكس ئەتتۈرۈلگەن.

الْفِعْلُ الْمُنْعَكِسُ: ئەكس تەسىر.

الْأَفْعَالُ الْمُنْعَكِسَةُ الشَّرْطِيَّةُ: شەرتلىك رېفلېكس.

مُنْعِمٌ: شاپائەتچى، خەير ـ ئېھسان قىلغۇچى، ساۋابلىق ئىش قىلغۇچى.

الْمُنْعِمُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، نېمەت بەرگۈچى، باياشات قىلغۇچى دېمەكتۇر.

مِنْعَمٌ ج مَنَاعِمُ: سۆيۈرگە.

مَنْعَمٌ . مَنْعَمَةٌ ج مَنَاعِمُ: قاقاس يەر.

مَنْعُوتٌ: سۈپەتلەنگەن، تەسۋىرلەنگەن.

مَنْعُوتٌ بِالْكَرَمِ وَالسَّخَاءِ: مەردلىك بىلەن سۈپەتلەنگەن.

مَنْعًى ج مَنَاعٍ (الْمَنَاعِي): ئۆلۈم خەۋىرى.

«أَتَانَا مَنْعَاهُ صَبِيحَةَ هَذَا الْيَوْمِ»: ئۇنىڭ ئۆلۈم خەۋىرى بىزگە بۈگۈن ئەتىگەن يېتىپ كەلدى.

مُنَغِّصَاتٌ: كۆڭۈلسىزلىكلەر.

«لَا حَوْلَ وَلَا قُوَّةَ عَلَى مُوَاجَهَةِ مُنَغِّصَاتِ الْحَيَاةِ»: دۇچ كەلگەن ھاياتنىڭ كۆڭۈلسىزلىكلىرىگە ئۇنىڭ ھېچ ئامالى يوق.

مِنْفَاخٌ ج مَنَافِيخُ: ناسوس.

«الْمِنْفَاخُ الْكَهْرَبَائِيّ لِعَجَلَاتِ السَّيَّارَاتِ»: ئېلېكترونلۇق ناسوس.

مِنْفَاضٌ: كۆلگۈنچەك؛ سىيگەك.

مُنْفَجِرَاتٌ: پارتلاتقۇچ ماددىلار.

مَنْفَذٌ ج مَنَافِذُ: ئۆتىدىغان يەر، چىقىش يولى، تۆشۈك، سۈزگۈچ، ئۆتكۈر.

«مَنْفَذٌ هَوَائِيٌّ»: ھاۋا ئۆتۈشىدىغان يەر.

«مَنْفَذٌ بَحْرِيٌّ»: دېڭىزنىڭ ئۆتىدىغان يېرى.

«مَنَافِذُ الْمِيَاهِ»: سۇ ئۆتىدىغان يەرلەر.

لَا مَنْفَذَ لَهُ مِنْ هَذِهِ الْأَزْمَةِ: ئۇنىڭ بۇ كرىزىستىن چىقىش يولى يوق.

مُنْفَرَجٌ: كەڭ، كەڭ ـ كۇشادە.

مُنْفَرِدٌ: ئايرىم، يالغۇز، يەككە، ئايرىلىپ كەتكۈچى.

مُنْفَرِدًا: ئۆز ئالدىغا، تەنھا.

مُحَادَثَةٌ مُنْفَرِدَةٌ: ئايرىم سۆزلىشىش.

مُنْفَصِلٌ: ئايرىلغان، بۆلۈنگەن، ئاجرالغان.

مِنْفَضٌ: ئەلگەك، غەلۋىر، ئۆتكەمە.

مَنْفَضَةٌ ج مَنَافِضُ: كۈلدان.

مِنْفَضَةٌ ج مَنَافِضُ: بىساتلارنى قاقىدىغان سايمان، چاڭ ـ توزان سۈپۈرگۈچ.

مِنْفَضَةُ رِيشٍ: پەي قاققۇچ.

مُنْفَطِرٌ: يېرىلغان، يېرىق، چاك.

﴿السَّمَاءُ مُنْفَطِرٌ بِهِ﴾ «قرآن»: ئۇ كۈننىڭ دەھشىتىدىن ئاسمان يېرىلىدۇ.

مَنْفَعَةٌ ج مَنَافِعُ: پايدا، مەنپەئەت.

«مَنَافِعُ عَامَّةٌ أَوْ عُمُومِيَّةٌ»: جامائەت پاراۋانلىقى، كوللېكتىپ پاراۋانلىق.

مَنَافِعُ الْغُرْفَةِ: ئۆي جاھازلىرى.

الْمَنْفَعَةُ الْإِقْتِصَادِيَّةُ: ئىقتىسادىي پاراۋانلىق.

﴿وَلَكُمْ فِيهَا مَنَافِعُ كَثِيرَةٌ وَمِنْهَا تَأْكُلُونَ﴾ «قرآن»: ئۇلاردا سىلەر ئۈچۈن نۇرغۇن مەنپەئەتلەر بار، ئۇلارنىڭ گۆشىنى يەيسىلەر.

مَنْفَعِيٌّ ج مَنْفَعِيُّونَ: مەنپەئەتپەرەس.

مُنَفَّهٌ: چارچىغان، چارچاپ كەتكەن.

جَمَلٌ مُنَفَّهٌ: ھالسىرىغان تۆگە.

مُنْفَكٌّ: ئايرىلغۇچى، يېشىلگۈچى.

﴿مُنفَكِّينَ حَتَّى تَأْتِيَهُمُ الْبَيِّنَةُ﴾ «قرآن»: ئۇلارغا روشەن دەلىل كەلگەنگە قەدەر كۇفرىدىن ئايرىلغۇچى بولمىدى.

مُنْقَنِفٌ: ئازراق ئىششىغان ئىششىق.

مَنْفُوخٌ ج مَنْفُوخُونَ: سېمىز.

رَجُلٌ مَنْفُوخٌ: سېمىز ئادەم.

مَنْفُوخٌ: يەل توشتۇرۇلغان، پۈۋلەنگەن.

«كُرَةٌ مَنْفُوخَةٌ»: يەل توشتۇرۇلغان توپ، يېلى بار توپ.

«رِئَةٌ مَنْفُوخَةٌ»: پۈۋلەنگەن ئۆپكە.

مَنْفُوسٌ ج مَنْفُوسُونَ: تۇغۇلغان؛ كۆز تەگكەن.

شَيْءٌ مَنْفُوسٌ: نەپىس نەرسە.

مَنْفُوطٌ: قولى قاپىرىپ قالغان ئادەم.

مَنْفُوَّةٌ: قورقۇنچاق، تورخۇ يۈرەك.

مَنْفًى ج مَنَافٍ (الْمَنَافِي): سۈرگۈن.

«قَضَى مُدَّةً فِي الْمَنْفَى»: بىر مۇددەتنى سۈرگۈندە ئۆتكۈزدى.

مَنْفِيٌّ: تاشلىۋېتىلگەن، چۆرۈۋېتىلگەن؛ قوغلانغان، ھەيدىۋېتىلگەن، پاناھلانغان؛ سەلبىي.

مُنْقَادٌ: باش ئەگكۈچى، بويسۇنغۇچى.

مِنْقَارٌ ج مَنَاقِيرُ: قۇش تۇمشۇقى، ئويمىچىلىق پىچىقى.

مِنْقَاشٌ: ئىسكەنە، ئويۇش پىچىقى، كەسكۈچ، قەلەم، ئويمىكارلىق تىغى.

مِنْقَاشٌ ج مَنَاقِيشُ: موچەن.

مِنْقَافٌ ج مَنَاقِفُ: قۇشنىڭ تۇمشۇقى.

مَنْقَبَةٌ ج مَنَاقِبُ: تاغ يولى؛ تام؛ ياخشى ئىش، ياخشىلىق، خىسلەت.

«مَنَاقِبُ الْأَوْلِيَاءِ»: ئەۋلىيالارنىڭ خىسلەتلىرى.

مِنْقَبَةٌ: ئۆشكە، بۇرغا.

مُنْقَبِضٌ ج مُنْقَبِضُونَ: تارايغان، قورۇلغان، يىغىلىپ قالغان، پۈرلىشىپ قالغان.

مُنْقَبِضُ الصَّدْرِ: دەرد ـ ئەلەملىك، روھى چۈشكۈن، يۈرىكى سىقىلغان.

مُنْقِذٌ ج مُنْقِذُونَ: قۇتقۇزغۇچى.

«زَعِيمٌ مُنْقِذٌ لِلْبِلَادِ»: ۋەتەننى قۇتقۇزغۇچى داھىي.

مُنْقَرِضٌ: مۇنقەرز بولغۇچى، ھالاك بولغۇچى، يوقالغۇچى، ۋەيران بولغۇچى.

مَنْقَصَةٌ ج مَنَاقِصُ: يېتەرسىزلىك، قۇسۇر، ئەيىب، نۇقسان، ئىللەت.

مُنْقَطِعٌ: ئۈزۈلۈپ قالغان، توختاپ قالغان.

غَيْرُ مُنْقَطِعٍ: ئۈزۈلۈكسىز، توختىماي، داۋاملىق.

«مُنْقَطِعُ النَّظِيرِ»: مىسلىسىز، تەڭدىشى يوق.

مُنْقَطِعُ النَّظِيرِ فِي التَّارِيخِ: تارىختا كۆرۈلۈپ باقمىغان.

«مُنْقَطِعٌ عَنِ الْعَالَمِ»: جاھاندىن بىخەۋەر.

«حَبْلٌ مُنْقَطِعٌ»: چۈۋۈلۈپ كەتكەن ئارغامچا.

مُنْقَعِرٌ: قومۇرۇپ تاشلىۋېتىلگەن.

﴿كَأَنَّهُمْ أَعْجَازُ نَخْلٍ مُنْقَعِرٍ﴾ «قرآن»: گويا ئۇلار قومۇرۇۋېتىلگەن خورما كۆتەكلىرىدەك ياتاتتى.

مُنَقِّبٌ: چارلىغۇچى، تەكشۈرگۈچى، ئارخېئولوگ.

مُنَقَّحٌ: تەھرىرلەنگەن، تۈزىتىلگەن.

«دَسْتُورٌ مُنَقَّحٌ»: تۈزىتىلگەن ئاساسىي قانۇن.

«طَبْعَةٌ مُنَقَّحَةٌ لِكِتَابٍ»: كىتابنىڭ تۈزىتىلگەن نۇسخىسى.

«مَقَالَةٌ مُنَقَّحَةٌ»: تەھرىرلەنگەن ماقالە.

مُنَقَّطٌ: داغ، ئىز، ئالچىپار، چېكىت قويۇلغان.

مُنْقَلَبٌ: ئۆزگەرتىلگەن يەر، تار بۇلۇڭ سىزىقى، ئۆزگىچە، تروپىك بەلۋاغ.

مُنْقَلَبٌ شَتَوِيٌّ: جەنۇبىي تروپىك سىزىقى.

مُنْقَلِبٌ صَيْفِيٌّ: شىمالىي تروپىك سىزىقى.

جَوٌّ مُنْقَلَبٌ: ئۆزگىرىشچان ھاۋا.

مِنْقَلَةٌ ج مَنَاقِلُ: توشۇش، قاتناش قورالى، (گېئومېترىيىدە) بۇلۇڭلارنى ئۆلچەش قورالى.

مَنْقُوطٌ: داغ، ئىز، ئالا بالداق، ئالچىپار، چېكىت قويۇلغان.

كِتَابٌ مَنْقُوطٌ: ھەرىكە قويۇلغان خەت.

اَلْفَصْلَةُ الْمَنْقُوطَةُ: چېكىتلىك پەش (؛).

مَنْقُولٌ: يۆتكەلگەن، توشۇلغان، تەرجىمە قىلىنغان، كۆچۈرۈلگەن.

«نَصٌّ مَنْقُولٌ عَنِ الْفَارِسِيَّةِ»: پارسچىدىن تەرجىمە قىلىنغان تېكىست.

اَلْمَنْقُولُ: ھەدىس ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش رىۋايەت ياكى ئاڭلاش يولى بىلەن كەلگەن ئەسەر.

مَنْقُولٌ ج مَنْقُولَاتٌ: توشۇشقا بولىدىغان مال - مۈلۈكلەر.

مَنْقُولَاتِ الْمَنْزِلِ: ئۆي جاھازلىرى، ئائىلە سايمانلىرى.

مَنْكِبٌ ج مَنَاكِبُ: مۈرە، دولا، يان تەرەپ، گىرۋەك، ئېگىز يەر، تۆپىلىك.

هَزَّ مَنْكِبَهُ لِكَذَا: شۇنىڭغا خۇش بولدى.

«هُوَ مَنْكِبُ قَبِيلَتِهِ»: ئۇ قەبىلىسىنىڭ ئاقساقلى، قوۋمىنىڭ ئاقساقلى.

﴿هُوَ الَّذِي جَعَلَ لَكُمُ الْأَرْضَ ذَلُولاً فَامْشُوا فِي مَنَاكِبِهَا﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ سىلەرگە زېمىننى مېڭىشقا ئاسان قىلدى، زېمىننىڭ ئەتراپىدا مېڭىڭلار.

مُنْكَبٌّ ج مُنْكَبُّونَ: ۋۇجۇدى بىلەن بېرىلگۈچى.

مُنْكَبٌّ عَلَى دِرَاسَتِهِ رَغْمَ الصُّعُوبَاتِ: قىيىنچىلىققا قارىماي ئۆگىنىشكە پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن بېرىلگۈچى.

مُنْكَرٌ وَنَكِيرٌ: ئۆلگەن كىشىدىن قەبرىدە سوئال سوراق قىلىدىغان ئىككى پەرىشتە.

مُنْكَرٌ ج مُنْكَرَاتٌ: يامانلىق، يامان سۆز - ھەرىكەت.

﴿وَيَنْهَى عَنِ الْفَحْشَاءِ وَالْمُنْكَرِ﴾ «قۇرئان»: ئاللاھ قەبىھ سۆز - ھەرىكەتلەردىن، يامان ئىشلاردىن توسىدۇ.

«النَّمِيمَةُ مِنَ الْمُنْكَرَاتِ»: سۇخەنچىلىك، يامان ئىشلار قاتارىغا كىرىدۇ.

مُنْكَسِرٌ: بۇزۇلغان، ۋەيران بولغان، سۇنغان، بۇزغۇچى، سۇندۇرغۇچى، يېرىتقۇچى، چاك، يېرىق، سۇنۇق، بۇزۇق.

خَطٌّ مُنْكَسِرٌ: سۇنۇق سىزىق، بۇزۇلغان يول.

مُنْكَسِرُ الْبَالِ: كۆڭلى سۇنۇق، قايغۇلۇق، روھسىز، ئەلەملىك.

مُنْكَسِفٌ: تۇتۇلغان (ئاي، كۈن).

مُنَكِّسٌ: تۆۋەن سېلىنغان.

خَرَجَ مِنْ عِنْدِهِ مُنَكِّسَ الرَّأْسِ: ئۇنىڭ يېنىدىن بېشىنى تۆۋەن سالغان ھالدا چىقتى.

مُنَكَّلٌ: نىكىللەنگەن، نىكىل يالىتىلغان.

مَنْكُوبٌ ج مَنْكُوبُونَ: ئاپەتكە ئۇچرىغان، بېشىغا مۇسىبەت كەلگەن.

«هُوَ مَنْكُوبٌ بِوَفَاةِ صَدِيقِهِ»: ئۇ دوستىنىڭ ۋاپاتى بىلەن مۇسىبەتكە ئۇچرىغۇچىدۇر.

«أَعَانَ الصَّلِيبُ الْأَحْمَرُ مَنْكُوبِي الزِّلْزَالِ»: قىزىل كرېست جەمئىيىتى يەر تەۋرەش ئاپىتىگە ئۇچرىغانلارغا ياردەم بەردى.

مَنْكُودٌ ج مَنَاكِيدُ: بەختسىز.

«مَنَاكِيدُ الْحَظِّ»: بەختسىزلەر.

مَنْكُوسٌ: تەتۈر ئايلانغان، ئاغدۇرۇلغان، ئۈسكە - تەتۈر قىلىنغان.

اَلْمَنْكُوسُ مِنَ الْأَوْلَادِ: تەتۈر تۇغۇلغان بالا.

مَنْكُوفٌ ج مَنْكُوفُونَ: كالا چېچىكىگە گىرىپتار بولغان.

مِنْهَاصٌ ج مَنَامِيصُ: قىسقۇچ، موچىن.

مُنَمَّرٌ م مُنَمَّرَةٌ: ئالچىپار.

«بُرْدَةٌ مُنَمَّرَةٌ»: ئالچىپار تون.

مُنَمَّشٌ: سەپكۈنلۈك، سەپكۈنى بار.

«جِلْدٌ مُنَمَّشٌ»: ئالچىپار تېرە.

«لِبَاسٌ مُنَمَّشٌ»: بېزەلگەن كىيىم.

مُنَمَّقٌ م مُنَمَّقَةٌ: بېزەلگەن، زىننەتلەنگەن،

ياسالغان.

ثَوْبٌ مُنَمَّقٌ: گۈللۈك رەخت.

مَكَانٌ مُنَمَّقٌ: زىننەتلەنگەن جاي.

مُنَمْنَمٌ: بېزەلگەن، كەشتىلەنگەن.

«مُصْحَفٌ مُنَمْنَمٌ»: بېزەلگەن كىتاب.

«ثَوْبٌ مُنَمْنَمٌ»: كەشتىلەنگەن كىيىم.

مُنَمْنَمَةٌ ج مُنَمْنَمَاتٌ: قىستۇرما رەسىم، قىستۇرما خەرىتە.

«الْمُنَمْنَمَاتُ الْفَارِسِيَّةُ»: پارسچە كىچىك سۈرەتلەر.

مَنَّ يَمُنّ مَنًّا الرَّجُلَ: ئاجىزلاشتۇردى، زەئىپلەشتۈردى، چارچىتىۋەتتى.

مَنَّ الْحَبْلَ: ئارغامچىنى ئۈزدى، ئۈزۈۋەتتى، كەستى.

مَنَّ يَمُنّ مَنًّا وَمِنَّةً عَلَيْهِ: مىننەت قىلدى.

مَنَّ يَمُنّ مَنًّا وَمِنِّينَى عَلَيْهِ بِكَذَا: ئىنئام قىلدى، ئېھسان قىلدى، ئېتىبار قىلدى.

مَنَّ اللهُ عَلَى عِبَادِهِ: ئاللاھ بەندىلىرىگە مەرھەمەت قىلدى.

مَنٌّ: مىننەت قىلماق، پەش قىلماق.

﴿لاَ تُبْطِلُوا صَدَقَاتِكُم بِالْمَنِّ وَالأَذَى﴾ «قۇرئان»: بەرگەن سەدىقەڭلارنى مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت يەتكۈزۈش بىلەن بىكار قىلىۋەتمەڭلار.

مَنَّانٌ: مىننەت قىلغۇچى، كۆپ مەرھەمەت قىلغۇچى.

الْمَنَّانُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، كۆپ ئىنئام قىلغۇچى دېگەن مەنىدە.

مِنَّةٌ ج مِنَنٌ: ئېھسان، ئىنئام، مەرھەمەت، پەزلىكەرەم.

الْمِنَّةُ تَهْدِمُ الصَّنِيعَةَ: مىننەت قىلىش، قىلغان ياخشىلىقنى بىكارغا چىقىرىۋېتىدۇ.

مَنَّى يُمَنِّي تَمْنِيَةً الشَّخْصَ الشَّيْءَ وَبِهِ: ئۈمىدلەندۈردى، ئۈمىد قىلدى، ئۈمىدۋار بولدى.

مَنَّى الدَّمَ: قان قىلدى، قان چىقاردى.

مَنَّى الرَّجُلُ: ئەر كىشى ئانانىزم قىلدى.

مَنَّى نَفْسَهُ بِالْأَمَانِي وَالْآمَالِ: ئۆزىگە تەسەللى بەردى، كۆڭلىنى تىنچىتتى.

مِنْهَاجٌ: يول، ئاممىۋى يول، ئۇسۇل، ئۇسلۇب، ئىستىل، پىلان.

مِنْهَاجُ التَّعْلِيمِ: ئوقۇتۇش پىلانى.

﴿لِكُلٍّ جَعَلْنَا منكُمْ شِرْعَةً وَمِنْهَاجاً﴾ «قۇرئان»: (ئى ئۈممەتلەر!) سىلەرنىڭ ھەربىرىڭلارغا بىر خىل شەرىئەت ۋە ئوچۇق يول تەيىن قىلدۇق.

مِنْهَاجِيٌّ: پىلانلىق.

الْإِقْتِصَادُ الْمِنْهَاجِيّ: پىلانلىق ئىگىلىك.

مِنْهَبٌ: يۈگۈرۈك ئات.

مَنْهَجٌ ج مَنَاهِجُ: يول، ئاممىۋى يول؛ ئۇسۇل، ئۇسلۇب؛ ئىستىل؛ پىلان، لايىھە؛ چارە-تەدبىر.

«مَنْهَجُ الْبَحْثِ»: تەتقىقات پىلانى.

«مَنْهَجُ الدِّرَاسَةِ»: ئۆگىنىش پىلانى.

«مَنَاهِجُ التَّعْلِيمِ»: ئوقۇتۇش پروگراممىلىرى.

الْمَنْهَجُ الْعِلْمِيّ: ئىلمىي ئۇسلۇب، ئىلمىي تەتقىقات پىلانى.

إِدَارَةُ الْمَنَاهِجِ: پىلان كومىتېتى.

مَنْهَلٌ ج مَنَاهِلُ: سۇ ئىچىدىغان يەر، بۇلاق، كىچىك، مەنبە.

«أَخَذَ دَوَابَّهُ إِلَى الْمَنْهَلِ»: ئۇلاغلىرىنى سۇ ئىچىدىغان يەرگە ئېلىپ باردى.

أَخَذَ مِنْ مَنَاهِلِ الْعِلْمِ: ئىلىم مەنبەلىرىدىن ئالدى.

مُنْهَمِرٌ: قۇيۇلغان، تۆكۈلگەن.

﴿فَفَتَحْنَا أَبْوَابَ السَّمَاءِ بِمَاءٍ مُّنْهَمِرٍ﴾ «قۇرئان»:

ئاسماننىڭ دەرۋازىلىرىنى قۇيۇلۇپ ياغقۇچى يامغۇر بىلەن ئېچىۋەتتۇق.

**مُنْهَمِكٌ ج مُنْهَمِكُوْنَ:** غەرق بولغۇچى، بېرىلىپ كەتكۈچى، بېشىچە كىرىپ كەتكۈچى.

**مُنْهَمِكٌ فِي كَذَا:** بېرىلىپ كەتكۈچى، بېرىلىپلا كەتكۈچى.

**مُنْهَمِكٌ فِي فِلَاحَةِ الْأَرْضِ:** دېهقانچىلىققا بېرىلىپ كەتكۈچى.

**أَنَّهُ صَامِتٌ وَمُنْهَمِكٌ فِي الْقِرَاءَةِ:** ئۇ بىر ئېغىز سۆزمۇ قىلماي بېرىلىپ ئوقۇماقتا.

**الْبِنْتُ مُنْهَمِكَةٌ فِي تَرْتِيْبِ الْمَنْزِلِ:** قىز ئۆيىنى رەتلەشكە بېرىلىپ كەتتى.

**مَنْهُوْبٌ:** بۇلانغان، تالانغان، جەددىي تەلەپ قىلىنغان.

**مَنْهُوْشٌ ج مَنْهُوْشُوْنَ:** ئورۇق، يەڭگىل.

**مَنْهُوْكٌ ج مَنْهُوْكُوْنَ:** بەك هارغان، بەك چارچىغان، هالسىزلانغان، ماغدۇرسىزلانغان.

«رَجَعَ إِلَى الْمَنْزِلِ مَنْهُوْكَ الْقُوَى»: ئۆيىگە بەك چارچىغان هالدا قايتتى.

**مَنْهُوْمٌ ج مَنْهُوْمُوْنَ:** بېرىلگەن، هەۋەسكار، ئاچ كۆز.

«مَنْهُوْمَانِ لَا يَشْبَعَانِ طَالِبُ عِلْمٍ وَطَالِبُ دُنْيَا» ‹حديث›: تويمايدىغان ئىككى تۈرلۈك ئادەم بار: ئىلىم تەلەپ قىلغۇچى ۋە مال-دۇنيا تويلىغۇچى.

**مَنْهِيٌّ عَنْهُ:** مەنئى قىلىنغان، توسۇلغان، چەكلەنگەن.

**مِنْوَاعٌ:** ئۇسلۇب، شەكىل، ئۇسۇل

**مِنْوَالٌ:** ئۇسۇل، ئۇسلۇب، ۋاسىتە، مېتود، شەكىل، ئەندىزە، مىسال، ئۈرنەك، ياسون، فورما، قېلىپەت، تىپ.

**عَلَى مِنْوَالِهِ:** ئۇنىڭدەك، ئۇنىڭغا ئوخشاش.

**عَلَى هَذَا الْمِنْوَالِ:** شۇنداق قىلىپ، بۇنىڭغا ئاساسەن.

**مِنْوَالُكَ أَلَّا تَفْعَلَ كَذَا:** شۇنداق قىلماسلىقىڭ كېرەك.

**مِنْوَالٌ ج مَنَاوِلُ:** رەخت توقۇش ئىستانوكى، دەستگاھ؛ كېمە كىراسى.

**نَسَجَ عَلَى مِنْوَالِهِ:** ئۇنىڭغا ئوخشاش توقۇدى.

**هم عَلَى مِنْوَالٍ وَاحِدٍ:** ئۇلارنىڭ مىجەز-خاراكتېرى ئوخشاش.

**مِنْوَاةٌ:** هاۋا رايى خاتىرىلىگۈچ، هاۋا رايى خاتىرىلەش ئەسۋابى.

**مِنْوَئِيٌّ:** هاۋا رايىنىڭ، هاۋا رايىغا ئائىت.

**مَنْوَرٌ ج مَنَاوِرُ:** تۈڭلۈك، دېرىزە.

**مَنُوْطٌ:** كۆكسى ياكى بوغۇزى ئىششىغان؛ مۇناسىۋەتلىك، ئالاقىدار.

«بَعِيْرٌ مَنُوْطٌ»: باغلاغلىق تۆگە.

«حَلُّ الْمُشْكِلَةِ مَنُوْطٌ بِكَ»: قىيىنچىلىقنى هەل قىلىش ساڭا باغلىق.

**هُوَ مَنُوْطٌ بِالْقَوْمِ:** ئۇ ياقا يۇرتلۇق.

**مِنْوَلٌ:** رەخت توقۇش ئىستانوكى، دەستگاھ؛ كېمە كىرا ھەققى.

**مَنُوْلِيَا:** ماكلونىيە (چوڭ ۋە خۇشبۇي گۈللۈك، دائىم يېشىل تۇرىدىغان، زىننەت ئۈچۈن ئۆستۈرۈلىدىغان ئۆسۈملۈك).

**مَنُوْمَةٌ:** ئۇخلىتىدىغان، هوشسىزلاندۇرۇش دورىسى.

**مَنُوْمِتْرٌ:** سۇيۇقلۇق مانومېتىرى (پار قازاندىكى گاز ياكى سۇيۇقلۇقنىڭ بېسىمىنى ئۆلچەيدىغان ئەسۋاب)

**مَنُوْنٌ:** كۆپ مىننەتدارلىق بىلدۈرگۈچى، كۆپ تەشەككۈر ئېيتقۇچى، كۆپ رەھمەت ئېيتقۇچى؛ ئۆلۈم، هالاكەت.

إِغْتَالَتْهُ الْمَنُونُ: ئۇ ئۆلدى، ئۇ ھالاك بولدى.

رَيْبُ الْمَنُونِ: بالايىئاپەت، كۈلپەت، بەختسىزلىك، بالا ـ قازا، ئاپەت، ھالاكەت.

﴿نَتَرَبَّصُ بِهِ رَيْبَ الْمَنُونِ﴾ «قۇرئان»: بىز ئۇنىڭ زامانىنىڭ ھادىسىلىرىگە يولۇقۇشىنى كۈتىمىز.

رَجُلٌ مَنُونٌ: مىننەتخور ئادەم.

أَدْرَكَتْهُ الْمَنُونُ: ئۇ ئۆلدى.

مُنَوِّبٌ ج مُنَوِّبُونَ: ۋەكىل قىلغۇچى، ۋەكىل بەلگىلىگۈچى.

«دَافَعَ الْمُحَامِي عَنْ مُنَوِّبِهِ»: ئادۋوكات ئۆز ۋەكىل قىلغۇچىسىنى قوغدىدى.

مُنَوِّرٌ . مُنَوِّرَةٌ: يورۇتۇلغان، چاقنىغان، ئوچۇق، روشەن، يارقىن، مۇنەۋۋەر.

الْمَدِينَةُ الْمُنَوَّرَةُ: مەدىنە مۇنەۋۋەر.

مُنَوَّعٌ ج مُنَوَّعَاتٌ: تۈرلۈك، خىلمۇخىل.

«طَعَامٌ مُنَوَّعٌ»: تۈرلۈك تائام.

«الْمُنَوَّعَاتُ الْغِنَائِيَّةُ»: ھەر خىل ناخشىلار.

مُنَوِّمٌ: ئۇخلىتىدىغان، ئۇخلاتقۇچى، ھوشسىزلاندۇرغۇچى.

«دَوَاءٌ مُنَوِّمٌ»: ئۇخلىتىدىغان دورا.

«حُبُوبٌ مُنَوِّمَةٌ»: ئۇخلىتىدىغان تابلېتكا دورىلار.

مُنَوَّهٌ بِهِ: جۇشىدۇرۇلگەن، ئىزاھلانغان، شەرھلەنگەن، تىلغا ئېلىنغان.

مَنَوِيٌّ: مەنىيلىك، ئىسپېرمىلىق.

الْحَبْلُ الْمَنَوِيُّ: ئىسپېرمىن.

الْحُوَيْنُ الْمَنَوِيُّ: ئۇرۇق، ئىسپېرما توزۇئىدى، ئىسپېرما، مەنىي.

السَّائِلُ الْمَنَوِيُّ: مەنىي، سپېرما

اَلْغُدَّةُ الْمَنَوِيَّةُ: ئۇرۇق خالتىسى.

مَنَى يَمْنِي مَنْيًا: سىناق قىلدى، تەجرىبە قىلدى، سىناپ كۆردى، ئىمتىھان ئالدى.

مُنِيَ بِكَذَا: ئۇچرىدى، دۇچ كەلدى، دۇچار قىلىندى.

مُنِيَ لِكَذَا: ئوڭۇشلۇق بولدى، ئوڭايلا ئېرىشتى.

مَنَى اللهُ لَكَ الْخَيْرَ: ئاللاھ ساڭا ياخشىلىقنى پۈتسۇن.

مَنَى اللهُ الشَّخْصَ بِكَذَا: ئاللاھ پالاننى سىنىدى.

مُنِيَ بِخَسَائِرَ فَادِحَةٍ: ئېغىر زىيان تارتتى.

مُنِيَتْ جُهُودُهُ بِالْفَشَلِ: ئۇنىڭ تىرىشچانلىقلىرى بىكار كەتتى.

مِنًى: ئىسپېرما؛ مىنا (مەككىدىكى).

مُنِيبٌ: قايتقۇچى، يانغۇچى.

مُنِيبٌ إِلَى: تەۋبە قىلغۇچى، پۇشايمان قىلغۇچى.

الْمُنِيبُ: مول يامغۇر، يېشىل ئوت.

مُنْيَةٌ ج مُنًى: ئۈمىد، ئارزۇ، تىلەك، ئىستەك.

مُنِيرٌ: نۇر چاچقۇچى، نۇر تارقاتقۇچى، يورۇتقۇچى، نۇرلۇق، ئوچۇق.

«جِسْمٌ مُنِيرٌ»: يورۇتقۇچى جىسىم، يالتىراق جىسىم.

«وَجْهُ الْفَتَاةِ مُنِيرٌ»: خۇش چىراي قىز.

رَأْيٌ مُنِيرٌ: ئوچۇق پىكىر.

صَوَارِخٌ مُنِيرَةٌ: يورۇتقۇچى راكېتا.

أَجْوِبَةٌ مُنِيرَةٌ: روشەن ئوچۇق جاۋابلار.

مَنِيعٌ ج مُنَعَاءُ: مۇستەھكەم، تەۋرەنمەس، پۇختا، قاتتىق، چىڭ، مەزمۇت، كۈچلۈك، قۇدرەتلىك، قەيسەر، قاۋۇل، يېڭىلمەس.

حِصْنٌ مَنِيعٌ: مۇستەھكەم قورغان.

جَيْشٌ مَنِيعٌ: غالىب ئارمىيە، غالىب قوشۇن، يېڭىلمەس قوشۇن.

رَجُلٌ مَنِيعُ الْجَانِبِ: قاۋۇل ئادەم.

مُنِيفٌ: كۆركەم، ھەيۋەتلىك، ئۇلۇغۋار، چىرايلىق.

مَنِيلٌ: ئېرىشىلگەن نەرسە.

مَنِيمٌ ج مَنَائِمُ: رېلىس، يول، ئىز.

مَنِيٌّ: مەنىي، ئىسپېرما.

مَنِيَّةٌ ج مَنَايَا: ئۆلۈم، ھالاكەت.

وَافَتْهُ الْمَنِيَّةُ: ئۇ ئۆلدى.

رَسُولُ الْمَنَايَا: ئۆلۈم ئەلچىسى.

مُنَيِّلٌ: نىل رەڭدە بويالغان.

«قُمَاشٌ مُنَيِّلٌ»: نىل رەڭدە بويالغان رەخت.

مَهْ / مَهٍ: توختا، توختىغىنا.

مَهَا يَمْهُو مَهْوًا الرَّجُلَ: قاتتىق ئۇردى، قاتتىق دۇمبالىدى.

مَهَابَةٌ: قورقماق، چۆچۈمەك، ھۆرمەتلىمەك، بويسۇنماق.

مَهَاةٌ ج مَهًا وَمَهَوَاتٌ وَمَهَيَاتٌ: ياۋا كالا، ياۋا قوتاز؛ خروستال.

مُهَاتَرَةٌ ج مُهَاتَرَاتٌ: تالاش-تارتىش قىلىشماق، تاكاللاشماق.

«مُهَاتَرَاتٌ حِزْبِيَّةٌ»: پارتىيىۋى تالاش-تارتىشلار.

مَهَاجٌ: دۋىگاتېل، موتور.

مُهَاجِرٌ ج مُهَاجِرُونَ: مۇھاجىر، كۆچمەن، ھىجرەت قىلغۇچى.

الْمُهَاجِرُ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلغۇچى ئادەم.

﴿لَقَدْ تَابَ اللهُ عَلَى النَّبِيِّ وَالْمُهَاجِرِينَ وَالأَنصَارِ الَّذِينَ اتَّبَعُوهُ فِي سَاعَةِ الْعُسْرَةِ﴾ «قرآن»: ئاللاھ ھەقىقەتەن پەيغەمبەرنىڭ ۋە ئۇنىڭغا قىيىنچىلىق پەيتىدە ئەگەشكەن مۇھاجىرلار ۋە ئەنسارلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلدى.

الْمَهَاجِرُ: سەت گەپ، قەبىھ سۆز.

«لاَ يَتَكَلَّمُ إِلاَّ بِالْمَهَاجِرِ»: ئۇ پەقەت سەت گەپنىلا قىلىدۇ.

الطُّيُورُ الْمُهَاجِرَةُ: پەسىل قۇشلىرى.

مُهَاجِمٌ: ھۇجۇمچى، زەربە بەرگۈچى.

مُهَاجَمَةٌ: ھۇجۇم قىلماق، زەربە بەرمەك.

مِهَادٌ ج مُهُدٌ وَمُهْدٌ وَأَمْهِدَةٌ: كارىۋات، كات، ئورۇن-كۆرپە، تۆشەك، يوتقان-كۆرپە؛ پەس يەر، دېڭىزنىڭ قەئرى.

﴿أَلَمْ نَجْعَلِ الأَرْضَ مِهَاداً﴾ «قرآن»: زېمىننى بىسات قىلمىدۇقمۇ؟

مِهَادَاتٌ: خۇشامەت قىلماق، تەخسكەشلىك قىلماق.

مُهَادَنَةٌ: سۈلھى تۈزۈشمەك.

مَهَارَةٌ ج مَهَارَاتٌ: ئىقتىدار، قابىلىيەت، ماھىرلىق، ئۇستىلىق، ئەپچىللىك.

مَهَارَةٌ يَدَوِيَّةٌ: قولنىڭ ئەپچىللىكى.

أَدَّى مُهِمَّتَهُ بِمَهَارَةٍ: ۋەزىپىسىنى چاققانلىق بىلەن ئورۇنلىدى.

بِمَهَارَةٍ: ئۇستىلىق بىلەن.

الْمَهَارَةُ تَنْشَأُ مِنَ الْمُمَارَسَةِ: ماھارەت مەشىقتىن كېلىدۇ.

الْمَهَارَاتُ اللُّغَوِيَّةُ: تىل جەھەتتە چېنىقىش.

إِكْتِسَابُ الْمَهَارَاتِ اللاَّزِمَةِ لِهَذَا الْعَمَلِ: بۇ ئىشنىڭ ھۆددىسىدىن چىقىش ئۈچۈن مەلىكىلىك بولۇش.

مُهَارَشَةٌ: جېدەللەشمەك، دەتالاش قىلماق.

مُهَانٌ: خار، ئەرزىمەس، ھاقارەتلەنگەن.

﴿وَيَخْلُدْ فِيهِ مُهَاناً﴾ «قرآن»: ئۇ ئازاب ئىچىدە خارلانغان ھالدا قالىدۇ.

مَهَانَةٌ: شەرمەندىلىك، رەسۋاچىلىق، رەزىللىك، خارلىق.

مُهَانَقَةٌ: مەسخىرە قىلماق، مازاق قىلماق.

مَهَبٌّ ج مَهَابُّ الرِّيحِ: شامال چىقىدىغان تەرەپ، شامالنىڭ يۆنىلىشى.

لاَ تَجْلِسْ فِي مَهَبِّ الرِّيحِ: شامال ئىغىزىدا ئولتۇرما.

كَرِيشَةٍ فِي مَهَبِّ الرِّيحِ: شامال ئىغىزىدىكى پەيگە ئوخشاش.

مَهْبِطٌ ج مَهَابِطُ: چۈشىدىغان جاي.

تىرىك ئەمەس، ئۇنتۇلۇپ كېتىدىغان ئۆلۈك ئەمەس.

اَلْبَحْرُ الْمَيِّتُ: ئۆلۈك دېڭىز.

﴿وَيَأْتِيهِ الْمَوْتُ مِن كُلِّ مَكَانٍ وَمَا هُوَ بِمَيِّتٍ﴾ «قرآن»: ئۆلۈم ئۇنى قورشىۋالىدۇ، لېكىن ئۇ ھەرگىز ئۆلمەيدۇ.

مَيَّثَ يُمَيِّثُ تَمْيِيثًا الشَّيْءَ فِي الْمَاءِ: نەرسىسىنى ئېرىتتى.

مَيَّحَ يُمَيِّحُ تَمْيِيحًا الْغُصْنُ: شاخ پۇلاڭلىدى.

مَيَّحَ السَّكْرَانُ: مەست لەلەڭشىدى.

مَيَّزَ يُمَيِّزُ تَمْيِيزًا الشَّيْءَ: تاللىدى، تاللىۋالدى، ئىلغىدى، خىللىدى.

مَيَّزَ بَيْنَهُمْ: پەرق ئەتتى، پەرقلەندۈردى.

مَيَّزَ الرَّجُلَ: كىشىگە ئىمتىياز بەردى، ئالاھىدە ھوقۇق بەردى.

مَيَّلَ يُمَيِّلُ تَمْيِيلًا: ئىڭغايتتى، قىيسايتتى، مايىل قىلدى.

مَيَّلَ الْوِعَاءَ: قاچىنى كۆمتۈردى، ئاغدۇردى.

مَيَّلَ بَيْنَ الْأَمْرَيْنِ: ئارىسالدى بولدى.

مَيُّوَةٌ: سۇ ئۈزۈش كىيىمى.

# ن

ن «نون» ئەرەب ئېلىپبەسىنىڭ 25- ھەرپى بولۇپ ئەبجەد ھىسابىدا «50»نى كۆرسىتىدۇ.

نَا: بىز، بىزنىڭ.

نَاءَ يَنُوءُ نَوْءًا الشَّخصُ بِالحِمْلِ: ئېغىر يۈكنى ئۈستىگە ئالدى، كۈچەپ كۆتۈردى.

نَاءَ بِهِ الْحِمْلُ: يۈك ئېغىر كەلدى.

﴿وَآتَيْنَاهُ مِنَ الْكُنُوزِ مَا إِنَّ مَفَاتِحَهُ لَتَنُوءُ بِالْعُصْبَةِ أُولِي الْقُوَّةِ﴾ «قۇرئان»: قارۇنغا خەزىنىلەردىن شۇ قەدەر كۆپ بەرگەنىدۇقكى، ئۇلارنىڭ ئاچقۇچلىرىنى (كۆتۈرۈش) كۈچلۈك بىر جامائەگىمۇ ھەقىقەتەن ئېغىرلىق قىلاتتى.

نَاءَ يَنِيءُ نَيْئًا وَنُيُوءًا اللَّحْمُ: گۆش پىشمىدى.

نَاءَى يُنَائِي مُنَاءَاةً الرَّجُلَ: ئادەمدىن يىراقلاشتى.

نَاءَى الشَّرَّ عَنْهُ: قوغلىدى، مۇھاپىزەت قىلدى، پاناھىغا ئالدى، ھامىي بولدى، ھىمايە قىلدى، مۇداپىئە قىلدى.

نَابَ يَنُوبُ نَوْبًا الشَّيْءُ: يېقىنلاشتى.

نَابَ إِلَى الشَّيْءِ: قايتتى، ياندى.

«نَابَ النَّحْلُ إِلَى الْخَلَايَا»: ھەرە كۆنەكلەرگە قايتتى.

نَابَ إِلَى اللهِ: ئاللاھقا تەۋبە قىلدى.

نَابَ يَنُوبُ نَوْبًا وَنَوْبَةً: ـ هُ أَمْرٌ: ئۇ بىر ئىشقا دۇچار بولدى.

«يَنُوبُهُ دُوَارٌ»: ئۇنىڭ بېشى قېيىپ تۇرىدۇ.

«نَابَتْهُ سَكْتَةٌ قَلْبِيَّةٌ»: يۈرىكى توختاپ قالدى.

نَابَ يَنُوبُ نِيَابَةً الشَّخْصَ عَنْهُ: ئۇنىڭ ئورنىغا تۇردى.

«نَابَ الْوَكِيلُ عَنِ الْمُدِيرِ»: ۋەكىل مۇدىرنىڭ ئورنىنى باستى.

«نَابَ الْمُرَشَّحُ لِمَجْلِسِ النُّوَّابِ عَنْ مِنْطَقَتِهِ»: پارلامېنت نامزاتى ئۆز رايونىغا ۋەكىل بولدى.

نَابَ يَنِيبُ نَيْبًا الضَّرْبَةَ: ئۇنىڭ قوزۇق چىشى زەربىگە ئۇچرىدى.

نَابٌ ج أَنْيَابٌ: قوزۇق چىش.

نَابٌ ج أَنْيُبٌ وَأَنْيَابٌ وَنُيُوبٌ: ئېزىق چىش.

نَابُ الْحَيَّةِ: زەھەرلىك چىش.

كَشَّرَ عَنْ أَنْيَابِهِ: چىشلىرىنى ھىڭگايتتى.

عَضَّهُ الدَّهْرُ بِنَابِهِ: ئۇ پالاكەتچىلىككە ئۇچرىدى.

نَابُ الْقَوْمِ: قوۋمنىڭ باشچىسى.

نَابٌ ج أَنْيَابٌ وَنِيبٌ: قېرى تۆگە.

نَابَأَ يُنَابِئُ مُنَابَأَةً: خەۋەر يەتكۈزۈشتى.

نَابِئٌ: دۆڭ.

رَجُلٌ نَابِئٌ: باشقا يۇرتلۇق ئادەم.

سَيْلٌ نَابِئٌ: يىراقتىن كەلگەن كەلكۈن.

نَابِتٌ: ئۆسۈۋاتقان، بىتلىۋاتقان.

نَابِتَةٌ ج نَوَابِتُ: بالا، ئۆسمۈر، تاي، بوتىلاق، قوزا، پاقلان.

نَابِجَةٌ: ئابەت.

نَابِخَةٌ ج نَوَابِخُ: يىراق يەر، ھاكاۋۇر.

نَابَذَ يُنَابِذُ مُنَابَذَةً: ئايرىلدى، ئالاقىنى ئۈزدى.

نَابَذَ الْقَوْمَ الْحَرْبَ: كىشىلەرگە ئۇرۇش ئېلان قىلدى.

نَابَذَهُ الْعَدَاوَةَ: ئۇنىڭغا دۈشمەنلىك ئىزھار قىلدى.

نَابِشٌ ج نَوَابِشُ: يەرنى كولاپ يەيدىغان ھايۋان

(توخوغا ئوخشاش).

نَابِضٌ: سوقۇۋاتقان.

«قَلْبٌ نَابِضٌ بِبُطْءٍ»: ئاستا سوقۇۋاتقان يۈرەك.

نَابِضٌ ج نَابِضُوْنَ: تىپتىك.

«شَابٌّ نَابِضٌ بِالْحَيَاةِ»: جۇشقۇن ياش.

«تَبْدُو السَّمَكَةُ فِي هَذِهِ اللَّوْحَةِ نَابِضَةً بِالْحَيَاةِ»: بۇ رەسىمدىكى بېلىق تىرىكتەكلا كۆرۈنىدۇ.

نَابِغٌ / نَابِغَةٌ ج نَوَابِغُ: كۆزگە كۆرۈنگەن، ئۇستۇنلۇكنى ئىگىلىگەن، مەشھۇر، داڭلىق؛ ئىقتىدارلىق، تالانتلىق، قابىلىيەتلىك.

نَابِكٌ ج نَوَابِكُ: ئېگىز يەر.

نَابِلٌ ج نُبَّلٌ: مەرگەن، ئوق ئېتىشقا ماھىر.

إِخْتَلَطَ الْحَابِلُ بِالنَّابِلِ: قالايمىقانلىشىپ كەتتى، باشباشتاقلىق يۈز بەردى.

نَابِهٌ ج نُبَهَاءُ: هوشيار، ئەقىللىق، زېرەك، چېبچەن؛ ئېسىل، ئالىيجاناب، مۆتىۋەر، مەشھۇر.

«هُوَ مِنَ الْأَفَاضِلِ النُّبَهَاءِ»: ئۇ پەزىلەتلىك ئېسىللەردىن.

«كَاتِبٌ نَابِهٌ»: مەشھۇر يازغۇچى.

«نَابِهُ الذِّكْرِ»: نامى چىققان، نامدار.

نَابٍ: سەت.

«وَجْهٌ نَابٍ»: سەت چىراي.

«صُوْرَةٌ نَابِيَةٌ»: سەت سۈرەت.

كَلِمَةٌ نَابِيَةٌ: قاملاشمىغان سۆز، قۇلاققا ياقمايدىغان سۆز.

نَاتَ يَنُوْتُ نَوْتًا: لىڭشىپ قالدى، تەۋرىنىپ قالدى، ئىرغاڭلىدى، ئاجىزلاپ قالدى.

نَاةٌ: سۆرەم پالاس ئايال، مىس-مىس ئايال.

نَاتِجٌ: نەتىجە، ئاقىۋەت، مەھسۇلات، ئۈنۈم، پايدا.

نَاتِجُ الْقُطْنِ: پاختا مەھسۇلاتى.

نَاتِجٌ عَنْ: ... لىقتىن.

النَّاتِجُ الْقَوْمِيّ (فِي الْإِقْتِصَادِ): مىللىي دارامەت.

نَاتٍ / النَّاتِي: تومپىيىپ چىققان، پولتىيىپ چىققان، بۆرتۈپ چىققان، قاپارتما؛ ئۇچۇق، كۆزگە تاشلىنىپ تۇرىدىغان.

نَاثٌّ ج نُثَّاثٌ: غەيۋەتخور.

نَاثِرٌ ج نَاثِرُوْنَ: نەسرىي ئەسەر يازغۇچى.

«الْجَاحِظُ مِنْ كِبَارِ النَّاثِرِيْنَ»: جاھىز نەسرىي ئەسەر يازغۇچىلارنىڭ پېشۋالىرىدىن ئىدى.

نَاثٍ: غەيۋەتخور.

نَاجِحٌ ج نَاجِحُوْنَ: مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشكۈچى، ئۇتۇق قازانغان، ئۇتۇقلۇق، مۇۋەپپەقىيەتلىك، ئوڭۇشلۇق.

تَجْرِبَةٌ نَاجِحَةٌ: مۇۋەپپەقىيەتلىك تەجرىبە.

«نَاجِحٌ فِي الْمُنَاظَرَةِ»: مۇنازىرىدە ئۇتۇق قازانغۇچى.

«أَرْجُوْ أَنْ أَكُوْنَ طَبِيْبًا نَاجِحًا لِكَيْ أَخْدِمَ الْمَرْضَى»: كېسەللەرگە خىزمەت قىلىش ئۈچۈن ماھىر دوختۇر بولۇپ چىقىشنى ئارزۇ قىلىمەن.

نَاجَدَ يُنَاجِدُ نِجَادًا وَ مُنَاجَدَةً: ياردەملەشتى، ھەمكارلاشتى.

نَاجِذٌ ج نَوَاجِذُ: ئېزىق چىش.

«ضَحِكَ حَتَّى بَدَتْ نَوَاجِذُهُ» حديث: ئېزىق چىشلىرى كۆرۈنگۈچە كۈلدى.

عَضَّ عَلَى نَاجِذِهِ / عَضَّ عَلَى نَاجِذَيْهِ: چىشىنى چىشلىدى، چىدىدى، سەۋرچان بولدى.

عَضَّ عَلَى الشَّيْءِ بِنَاجِذِهِ: تەقدىرلىدى، ھېرىس بولدى، ئاچ كۆزلۈك قىلدى.

أَبْدَتِ الْحَرْبُ نَاجِذَيْهَا: ئۇرۇش قاتتىق بولدى.

نَاجَزَ يُنَاجِزُ مُنَاجَزَةً: ئېلىشتى، تۇتۇشتى، ئۆلتۈرۈشتى.

نَاجِزٌ: تەييار، ئورۇنلانغان، پۈتكەن.

بَاعَهُ نَاجِزًا بِنَاجِزٍ: نەقمۇنەق ساتتى.

نَاجِعٌ ج نَاجِعَةٌ وَ نَوَاجِعُ: پايدىلىق، ئۈنۈملۈك.

«دَوَاءٌ نَاجِعٌ»: پايدىلىق دورا.

مَوَاقِفُ نَاجِعَةٌ: پايدىلىق جايلار.

نَاجِمٌ: پەيدا بولغۇچى، تۇغۇلغۇچى، كېلىپ چىققان، يۈز بەرگەن، بارلىققا كەلگەن، هاسىل بولغان.

نَاجَى يُنَاجِي مُنَاجَاةً: مۇڭداشتى، پىچىرلاشتى.

بَاتَ الْهَمَّ يُنَاجِيهِ: غەم-ئەندىشە ئۇنى ئورىۋالدى.

نَاجٍ / النَّاجِي: قۇتۇلغۇچى؛ مۇڭداشقۇچى، پىچىرلاشقۇچى.

نَاحَ يَنُوحُ نَوْحًا وَ نُوَاحًا الْمَيِّتَ: ئۆلۈككە يىغلىدى، يىغا-زارە قىلدى، ھۆركىرەپ يىغلىدى.

نَاحَ الْحَمَامَةُ: كەپتەر بۇقۇلدىدى.

«الْمَيِّتُ يُعَذَّبُ فِي قَبْرِهِ بِمَا نِيحَ عَلَيْهِ» ‹حديث›: مېيىتقا ئۈن سېلىپ يىغلاش بىلەن مېيىتقا قەبرىسىدە ئازاب قىلىنىدۇ.

نَاحَبَ يُنَاحِبُ مُنَاحَبَةً عَلَى كَذَا: دو تىكتى، باغلاشتى.

نَاحَبَهُ إِلَى فُلَانٍ: ئەرز قىلدى.

نَاحَرَ يُنَاحِرُ مُنَاحَرَةً عَلَى الْأَمْرِ: جېدەللەشتى، دە-تالاش قىلىشتى.

نَاحَضَ يُنَاحِضُ مُنَاحَضَةً: ئۇرۇشتى، جېدەللەشتى.

نَاحِطٌ: قاتتىق يۆتەلگۈچى.

نَاحِيَةٌ ج نَوَاحٍ (النَّوَاحِي): جەھەت، تەرەپ؛ ناھىيە، مەيدان، ساھە.

«تَصَرُّفٌ سَلِيمٌ مِنَ النَّاحِيَةِ الْقَانُونِيَّةِ»: قانۇنىي جەھەتتىن توغرا بىر تەرەپ قىلىش.

«نَجَحَ فُلَانٌ فِي عِدَّةِ نَوَاحٍ»: پالانى بىرنەچچە ساھەدە مۇۋەپپەقىيەت قازاندى.

«مَوْضُوعٌ مُتَعَدِّدُ النَّوَاحِي»: كۆپ قىرلىق ماۋزۇ (تېما).

نَاخِرٌ ج نُخَّرٌ: خورەك تارتقۇچى.

مَا بِالدَّارِ نَاخِرٌ: قورۇدا ھېچكىم يوق.

نَاخِرَةٌ: كاۋاك.

«ضِرْسٌ نَاخِرَةٌ»: قۇرت يېگەن چىش.

نَاخِصٌ: ئورۇق، ياداڭغۇ.

نَادَ يَنُودُ نَوْدًا وَ نُوَادًا وَنَوَدَانًا الْغُصْنُ: شاخ ئىرغاڭلىدى، لىڭشىدى.

نَادَّ يُنَادُّ مُنَادَاةً: كېلىشەلمىدى، ئەپلىشەلمىدى.

نَادِرٌ: ئاز، ئاز ئۇچرايدىغان، كەمدىن-كەم تېپىلىدىغان، نادىر.

هُوَ نَادِرُ الْمِثَالِ: ئوخشىشى كەم تېپىلىدىغان.

يَزُورُنَا نَادِرًا: بىزنى ئاندا-ساندا يوقلاپ تۇرىدۇ.

النَّادِرُ لَا حُكْمَ لَهُ: ئاز ئۇچرايدىغان ئىش ئاساس قىلىنمايدۇ.

نَادِرَةٌ ج نَوَادِرُ: ئاجايىپ، ھەيران قالارلىق، ئاز ئۇچرايدىغان.

عُمْلَةٌ نَادِرَةٌ: قىممەت باھالىق پۇل.

سِلْعَةٌ نَادِرَةٌ: ئەتىۋار مال.

هُوَ نَادِرَةُ زَمَانِهِ: ئۇ زامانىنىڭ يېگانىسىدۇر.

نَوَادِرُ الْبُخَلَاءِ: بېخىللار توغرىسىدىكى ھەيران قالارلىق ئىشلار.

نَادِلُ ج نُدُلٌ: يېمەك-ئىچمەك مۇلازىمەتچىسى.

«نَادِلُ الْمَقْهَى»: قەھۋەخانا مۇلازىمەتچىسى.

«نُدُلُ الْمَطَاعِمِ»: ئاشخانىلارنىڭ مۇلازىملىرى.

نَادَمَ يُنَادِمُ مُنَادَمَةً:ـــهُ عَلَى الشَّرَابِ: ئۇنىڭ بىلەن ئۇلپەت بولدى.

«نَادَمَ إِبْرَاهِيمُ الْمَوْصِلِيّ الْأَمِيرَ»: ئىبراھىم مەۋسىلىي ئەمىرگە ئۇلپەت بولدى.

نَادِمٌ: پۇشايمان قىلغۇچى، نادامەت چەككۈچى.

﴿فَعَقَرُوهَا فَأَصْبَحُوا نَادِمِينَ﴾ ‹قرآن›: ئۇلار چىشى تۆگىنى بوغۇزلىدى، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار نادامەتكە قالدى.

نَادَى يُنَادِي نِدَاءً وَ مُنَادَاةً: چاقىردى، توۋلىدى.

نَادَاهُ: ئۇنىڭ بىلەن يىغىندا بىللە بولدى.

نَادَى بِالْحِلِّ السِّيَاسِيِّ: سىياسىينى بىر تەرەپ قىلىشقا چاقىردى.

نُودِيَ: تاللاندى، سايلاندى.

«نُودِيَ بِهِ رَئِيْسًا لِلْجَمْعِيَةِ»: ئۇ جەمئىيەتنىڭ باشلىقلىقىغا تاللاندى.

نَادٍ (النَّادِي) ج أَنْدِيَةٌ ونَوَادٍ (النَّوَادِي): يىغىن، جەمئىيەت، سورۇنداش.

«النَّادِي الثَّقَافِيّ»: مەدەنىيەت جەمئىيىتى.

«النَّوَادِي الرِّيَاضِيَّةُ»: تەنھەرىكەت سورۇنلىرى.

نَادِي الرَّجُلِ: ئادەمنىڭ سورۇندىشى، جەمەتى.

﴿فَلْيَدْعُ نَادِيَهُ﴾ «قۇرئان»: ئۇ ئۆزىنىڭ سورۇنداشلىرىنى (ياردەمگە) چاقىرسۇن!

نَارَ يَنُورُ نَوْرًا النَّارُ: ئوت يورۇدى.

نَارَ الشَّيْءُ: يورۇپ كەتتى، چىرايلىق بولدى، رەڭگى ياخشى بولدى.

نَارَتِ الْفِتْنَةُ: پىتنە-ئىغۋا تېرىلدى.

نَارَ الشَّيْءَ: بەلگە قىلدى.

«نَارَ السِّلْعَةَ»: تاۋارغا بەلگە سالدى.

نَارَ يَنِيرُ نَيْرًا الثَّوْبَ: رەختكە سۆرەت باستى.

نَارٌ ج نِيرَانٌ: ئوت، ئوت ئاپىتى، تامغا، بەلگە، ئەن، مۆھۈر؛ پۇروخ، پارتلاتقۇچ دورا.

جَبَلُ النَّارِ: ۋولقان، يانار تاغ.

إِطْلَاقُ النَّارِ: ملتىق ئاتماق، ئوت ئاچماق.

عِبَادَةُ النَّارِ: ئوتقا چوقۇنۇش، ئاتەشپەرەسلىك.

النَّارَ وَلَا الْعَارَ: ئۆلسىمۇ نىز پۈكمەيدىغان.

قَعَدَ عَلَى النَّارِ: تىسكەن ئۈستىدە ئولتۇرغاندەك بولدى، بىئارام بولدى.

بَيْنَ نَارَيْنِ: مۈشكۈل ئەھۋالدا قالماق، نىسمە قىلىشنى بىلمەي قالماق.

أَشْهَرُ مِنْ نَارٍ عَلَى عَلَمٍ: مەشھۇر، داڭدار، ئاتاقلىق.

أَوْقَدَ نَارَ الْحَرْبِ: ئۇرۇش قوزغىدى.

﴿وَنَقُولُ لِلَّذِينَ ظَلَمُوا ذُوقُوا عَذَابَ النَّارِ الَّتِي كُنتُم بِهَا تُكَذِّبُونَ﴾ «قۇرئان»: بىز (ئاللاھدىن غەيرىيگە چوقۇنغۇچى) زالىملارغا: «سىلەر چىنپۇتمىگەن دوزاخ ئازابىنى تېتىڭلار»، دەيمىز.

النَّارُ: دوزاخ.

شَيْخُ النَّارِ: ئىبلىس.

«إِتَّقُوا النَّارَ وَلَوْ بِشِقِّ تَمْرَةٍ» «حديث»: يېرىم تال خورما چاغلىق نەرسىنى سەدىقە قىلىپ بولسىمۇ، دوزاختىن ساقلىنىڭلار.

نَارَجِيلٌ الْوَاحِدَةُ نَارَجِيلَةٌ: ياڭاق، كوكوس، كوكوس ياڭىقى، كوكوس پالمىسى.

نَارَجِيلَةٌ ج نَارَجِيلَاتٌ: چىلىم.

نَارَنْجٌ: ئاپېلسىن دەرىخى.

نَارِيٌّ: ئوتلۇق، ئوتنىڭ، ئوتتەك.

سِلَاحٌ نَارِيٌّ: ئوت ئالغۇچ قورال.

خِطَابٌ نَارِيٌّ: تەنتەنىلىك سۆز، يالقۇنلۇق نۇتۇق.

أَسْهُمٌ نَارِيَّةٌ: ئوتقاش، راكېتا، پوجاڭزا.

«طَلْقَةٌ نَارِيَّةٌ»: ئوت ئېچىش.

دَرَّاجَةٌ نَارِيَّةٌ: موتورلۇق ۋېلسىپىت، موتسىكلىت.

أَلْعَابٌ نَارِيَّةٌ: ساليۇت، ئوچقۇن چىقىرىدىغان پوجاڭزا، رەڭگارەڭ پوجاڭزا.

نَازِحٌ: يىراقلاشقۇچى.

نَازِحٌ عَنِ الْوَطَنِ: مۇھاجىر.

نَازَعَ يُنَازِعُ نِزَاعًا وَ مُنَازَعَةً الْمَرِيضُ: كېسەل جان تالاشتى.

«نَازَعَهُ حَقَّهُ»: ئۇنىڭ ھەققى ئۈستىدە دەتالاش قىلدى.

نَازَلَ يُنَازِلُ نِزَالًا وَ مُنَازَلَةً: ه فِي الْحَرْبِ: ئۇرۇشتا ئۇنىڭ بىلەن يۈزمۇيۈز ئوتۇشتى.

«نَازَلَهُ بِالسَّيْفِ»: ئۇنىڭ بىلەن قىلىچۋازلىق قىلىشتى.

نَازِلٌ ج نُزَّالٌ: چۈشكەن، پەسەيگەن، قونغان، تۈۋەنلىگەن.

نَازِلَةٌ ج نَازِلَاتٌ وَ نَوَازِلُ: مۇسىبەت، تەبىئىي ئاپەت، بالايىئاپەت، بالا-قازا، پالاكەت، بەختسىزلىك.

النَّازِلَةُ الْمَالِيَّةُ: مالىيە بوھرانى، مالىيە كرىزىسى.

«حَلَّتْ بِهِمْ نَازِلَةٌ مِنْ أَثَرِ الْفَيَضَانَاتِ»: كەلكۈننىڭ تەسىرىدىن ئۇلارغا ئاپەت كەلدى.

نَازِيٌّ: ناتسىست، ناتسىست ئۇنسۇر.

نَازِيَةٌ: ناتسىزم.

شَارَةٌ نَازِيَةٌ: ناتسىست بەلگىسى ( 卐 ).

نَاسَ يَنُوسُ نَوْسًا وَ نَوَسَانًا:— الشَّيْءُ: مىدىرلىدى، ھەرىكەتلەندى، لىڭشىدى.

«نَاسَ رَقَّاصُ السَّاعَةِ»: سائەتنىڭ ماياتنىكى ھەرىكەتلەندى، لىڭشىدى.

نَاسَ الْإِبِلَ: تۆگىنى يېتىلىدى.

نَاسٌ (النَّاسُ): ئىنسانلار، كىشىلەر.

﴿آمِنُوا كَمَا آمَنَ النَّاسُ﴾ «قرآن»: ئىمان ئېيتقان كىشىلەردەك (يەنى، ساھابىلەردەك چىن كۆڭلۈڭلار بىلەن) ئىمان ئېيتىڭلار.

إِبْنُ نَاسٍ: ياخشى ئائىلىدىن، ئېسىل ئائىلىدىن.

نَاسَبَ يُنَاسِبُ مُنَاسَبَةً: مۇناسىپ كەلدى، مۇۋاپىق كەلدى، ماسلاشتى، تويلاشتى، قۇدىلاشتى.

«نَاسَبَ الدَّوَاءُ الْمَرِيضَ»: دورا كېسەلگە مۇۋاپىق كەلدى.

«نَاسَبَ عَائِلَةً مَعْرُوفَةً»: مەشھۇر ئائىلە بىلەن قۇدىلاشتى.

نَاسِخٌ ج نُسَّاخٌ: خەت كۆچۈرگۈچى.

«قَلَّ النُّسَّاخُ بَعْدَ ظُهُورِ الطِّبَاعَةِ وَالتَّصْوِيرِ»: مەتبەچىلىك ۋە رەسىمگە ئېلىش مەيدانغا كەلگەندىن كېيىن، كۆچۈرگۈچىلەر ئازلاپ كەتتى.

نَاسِعٌ: ئۇزۇن بويۇن.

نَاسِفٌ: ۋەيران قىلغۇچى، قومۇرۇپ تاشلىغۇچى.

«نَاسِفُ الْبَيْتِ»: ئۆي چاققۇچى.

مَاتَ إِثْرَ فَتْحِهِ طَرْدًا نَاسِفًا: پارتلىغۇچ پوسۇلكىنى ئېچىش بىلەن ئۆلدى.

نَاسِفَةٌ: پارتلاتقۇچ، مىلتىق دورىسى.

قُنْبُلَةٌ نَاسِفَةٌ: ۋەيران قىلغۇچى بومبا.

نَاسِكٌ ج نُسَّاكٌ: زاھىت، دەرۋىش، راھىب.

نَاسِمٌ: سەكراتقا چۈشۈپ قالغان ئادەم.

نَاسُوتٌ ج نَوَاسِيتُ: ئىنسانىي، ئىنسان تەبىئىتى.

نَاسُورٌ ج نَوَاسِيرُ: ئاقما، ئاقما كانال.

نَاسُورٌ إِسْتِيٌّ. نَاسُورٌ شَرَجِيٌّ: سوڭ ئاقمىسى، مەقئەت ئاقمىسى.

نَاشَ يَنُوشُ نَوْشًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئالدى.

«نَاشَهُ بِيَدِهِ»: ئۇنى قولى بىلەن ئالدى.

نَاشَ فُلَانًا: ئۇتۇۋالدى.

نَاشَهُ خَيْرًا: ئۇنىڭغا پايدا يەتكۈزدى.

نَاشَ فُلَانٌ: ماڭدى.

نَاشَ الْبَعِيرُ: تۆگە ئورنىدىن تېز قوپتى.

نَاشِيءٌ ج نَشْءٌ وَ نَشَأٌ: ياش-ئۆسمۈر.

«نَشْءٌ صَاعِدٌ»: ئۆسۈۋاتقان ئۆسمۈرلەر.

نَاشِيءٌ ج نَاشِئُونَ: باشلانغۇچ.

«رَسَّامٌ نَاشِيءٌ»: يېڭى رەسسام.

نَاشِئَةٌ ج نَوَاشِيءُ: ياش-ئۆسمۈر قىز؛ ياش ئەۋلاد.

«نَاشِئَةٌ مُثَقَّفَةٌ»: تەربىيە كۆرگەن ياش ئەۋلاد.

نَاشِئَةُ اللَّيْلِ: كېچىنىڭ قىيامى، كېچىنى بېدار ئۆتكۈزمەك.

﴿إِنَّ نَاشِئَةَ اللَّيْلِ هِيَ أَشَدُّ وَطْءًا وَأَقْوَمُ قِيلًا﴾ «قرآن»: شۈبھىسىزكى، كېچىنىڭ قىيامى ئەڭ مۇۋاپىقتۇر، (تىنچ بولغانلىقى ئۈچۈن) كېچىنىڭ قىرائىتى ئەڭ توغرا بولىدۇ.

نَاشَدَ يُنَاشِدُ مُنَاشَدَةً: تەلەپ قىلدى، ئۆتۈندى،

ئىلتىماس قىلدى.

«نَاشَدَهُ الْمَعُونَةَ»: ئۇنىڭدىن ياردەم سورىدى.

نَاشَدْتُكَ اللهَ أَنْ تُسَاعِدَ الْيَتَامَى: يېتىملەرگە ياردەم بېرىشىڭنى ئاللاھقا قەسەم قىلىپ سورايمەن.

نَاشِرٌ ج نَاشِرُونَ: كىتاب نەشر قىلغۇچى.

نَاشِزٌ: ئۆز جايىدىن كۆتۈرۈلگەن، كۆپكەن، تومپايغان، ئۆرلىگەن، قائىدىدىن چىققان.

«عِرْقٌ نَاشِزٌ»: كۆپكەن تومۇر.

نَاشِزٌ ج نَوَاشِزُ: كۆڭۈلسىز.

«رَجُلٌ نَاشِزٌ»: خوتۇنىغا كۆڭۈلسىز ئەر.

«إِمْرَأَةٌ نَاشِزَةٌ»: ئېرىگە كۆڭۈلسىز ئايال.

نَاشِصٌ: ئېرىنى خارلايدىغان ئايال.

نَاشِغٌ: چوقچىيىپ چىققان.

نَاصَ يَنُوصُ نَوْصًا وَ نَوَصَانًا الشَّخْصُ إِلَيْهِ: پاناھلاندى.

نَاصَ الشَّخْصُ عَنِ الْأَمْرِ: كېچىكتى.

نَاصَبَ يُنَاصِبُ مُنَاصَبَةً: قارشىلاشتى.

نَاصَبَ الْحَرْبَ أَوِ الْعِدَاءَ: ئۇرۇش ياكى قارشىلىقنى قوزغىدى، قارشىلىق كۆرسەتتى.

نَاصَبَهُ الشَّرَّ: ئۇنىڭغا يامانلىق قىلدى.

نَاصِبٌ ج نَوَاصِبُ: جاپالىق، قىيىن.

«عَيْشٌ نَاصِبٌ»: قىيىن تۇرمۇش.

«هَمٌّ نَاصِبٌ»: ھالسىرىتىدىغان غەم.

﴿وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ خَاشِعَةٌ عَامِلَةٌ نَّاصِبَةٌ﴾ «قرآن»: بۇ كۈندە نۇرغۇن ئادەملەر خار بولغۇچىدۇر، ئۇلار دۇنيادا گۇناھ قىلغۇچىلاردۇر، (ئاخىرەتتە) جاپا تارتقۇچىلاردۇر.

نَاصَحَ يُنَاصِحُ مُنَاصَحَةً: بىر ـ بىرىگە سەممىمي بولۇشتى.

نَاصَحَ نَفْسَهُ فِي التَّوْبَةِ: سەممىمي رەۋىشتە تەۋبە قىلدى.

نَاصِحٌ: نەسىھەت قىلغۇچى، سادىق، سەممىمي، خالىس، ساپ.

«سَقَانِيْ نَاصِحَ الشَّرَابِ»: ئۇ ماڭا ساپ مەي ئىچكۈزدى.

﴿وَأَنَا لَكُمْ نَاصِحٌ أَمِينٌ﴾ «قرآن»: مەن سىلەرگە ئىشەنچلىك نەسىھەتچىمەن.

نَاصِحُ الْجَيْبِ: ئاق كۆڭۈل، ساپ دىل، سەممىمي.

نَاصَرَ يُنَاصِرُ مُنَاصَرَةً: بىر ـ بىرىگە ياردەملەشتى، ھەمكارلاشتى.

«نَاصَرَ فِي الْعَمَلِيَّةِ الْإِنْتِخَابِيَّةِ»: سايلام ھەرىكىتىدە ئۇنىڭغا ياردەملەشتى.

نَاصِرٌ ج نَاصِرُونَ وَ نُصَّارٌ وَ أَنْصَارٌ: ياردەم قىلغۇچى.

﴿وَمَا لَهُم مِّن نَّاصِرِينَ﴾ «قرآن»: ئۇلارغا ھېچ ياردەم قىلغۇچى يوقتۇر.

أَخَذَ بِنَاصِرِهِ: ئۇنىڭغا ياردەم قىلدى.

نَاصِرٌ ج نَوَاصِرُ: سايغا سۇ ئاقىدىغان ئېقىن.

نَاصِعٌ: ئوچۇق، ساپ، سۈزۈك.

«ثَوْبٌ نَاصِعُ الْبَيَاضِ»: ئاپئاق كىيىم.

«أَحْمَرُ نَاصِعٌ»: ئوچۇق قىزىل.

«حَقٌّ نَاصِعٌ»: ئوچۇق ـ ئاشكارا ھەقىقەت.

«صُورَةٌ نَاصِعَةٌ»: ئوچۇق سۈرەت.

نَاصَفَ يُنَاصِفُ مُنَاصَفَةً: ـــهُ الشَّيْءَ: نەرسىنى بۆلۈشۈۋالدى.

نَاصِلٌ: رەڭگى ئۆڭگەن.

«لِحْيَةٌ نَاصِلَةٌ»: بويىقى ئۆڭگەن ساقال.

نَاصِيَةٌ ج نَوَاصٍ (النَّوَاصِي) وَ نَاصِيَاتٌ: پېشانە، كوكۇلا، ماڭلاي چاچ؛ دوقمۇش.

﴿فَيُؤْخَذُ بِالنَّوَاصِي وَالْأَقْدَامِ﴾ «قرآن»: ئۇلار كوكۇلىلىرىدىن ۋە پۇتلىرىدىن تۇتۇلۇپ (دوزاخقا تاشلىنىدۇ).

اِلْتَقَيَا عِنْدَ نَاصِيَةِ الشَّارِعِ: ئۇلار كوچىنىڭ دوقمۇشىدا ئۇچراشتى.

أَذَلَّ فُلَانٌ نَاصِيَةَ فُلَانٍ: خارلىدى، ئابرۇيىنى

تۈكتى.

إِمْتَلَكَ نَاصِيَةَ الْأَمْرِ: ھاكىمىيەتنى قولىغا ئالدى.

فُلَانٌ نَاصِيَةُ قَوْمِهِ: پالانى قوۋمىنىڭ ئابرويلۇق ئادەمى.

نَاضِرٌ: نۇرلۇق، چىرايلىق، سوزۇك، يارقىن، گۈزەل.

﴿وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ نَّاضِرَةٌ إِلَى رَبِّهَا نَاظِرَةٌ﴾ «قرآن»: بۇ كۈندە (سائادەتمەنلەرنىڭ) يۈزلىرى نۇرلۇق بولىدۇ. (ئۇلار) پەرۋەردىگارىغا قاراپ تۇرىدۇ.

نَاضٌ: دىرھەم، تەڭگە.

نَاضِفٌ: ئۇسۇرغاق.

نَاضَلَ يُنَاضِلُ نِضَالًا وَ مُنَاضَلَةً — ه: ئۇنىڭ بىلەن ئېتىشتا مۇسابىقىلەشتى.

نَاضَلَ عَنْهُ: قوغدىدى، كۈرەش قىلدى، مۇداپىئە قىلدى.

«يُنَاضِلُ مِنْ أَجْلِ تَحْرِيرِ بِلَادِهِ»: ئۆز يۇرتىنىڭ ئازادلىقى ئۈچۈن كۈرەش قىلىدۇ.

نَاطَ يَنُوطُ نَوْطًا الشَّيْءَ بِغَيْرِهِ: ئاستى.

«كُلُّ شَاةٍ مِنْ رِجْلِهَا سَتُنَاطُ»: ھەرقانداق قوي پۇتىدىن ئېسىلىدۇ.

نَاطَ الْأَمْرَ بِفُلَانٍ: ئىشنى پالانىغا تاپشۇردى.

نِيطَ الْحَيَوَانُ: ھايۋاننىڭ بوغۇزى ياكى كۆكسى ئىششىدى.

نَاطَحَ يُنَاطِحُ مُنَاطَحَةً: ئۈسۈشتى.

«نَاطَحَ كَبْشِي كَبْشَهُ»: مېنىڭ قوچقىرىم ئۇنىڭ قوچقىرى بىلەن ئۈسۈشتى.

نَاطِحَةٌ ج نَوَاطِحُ: ئۈسكۈچى، ئۈسىدىغان.

«بَقَرَةٌ نَاطِحَةٌ»: ئۈسكەك كالا.

نَاطِحَةُ السَّحَابِ ج نَاطِحَاتٌ: ئېگىز بىنا، ئاسمانغا تاقاشقان بىنا.

نَاطِسٌ ج نُطُسٌ: جاسۇس.

نَاطِقٌ: سۆزلىگۈچى، باياناتچى؛ ئوچۇق.

«دَلِيلٌ نَاطِقٌ»: ئوچۇق دەلىل.

النَّاطِقُونَ بِالضَّادِ: ئەرەبلەر.

فِلْمٌ نَاطِقٌ: ئاۋازلىق فىلىم.

حَيَوَانٌ نَاطِقٌ: ئىنسان.

النَّاطِقُ بِلِسَانِ الْوِزَارَةِ الْخَارِجِيَّةِ: دىپلوماتىيە (تاشقى ئىشلار) مىنىستىرلىقىنىڭ باياناتچىسى.

نَاطِلٌ ج نَوَاطِلُ: سۇيۇقلۇق ئۆلچەيدىغان كەمچەن.

نَاطُورٌ ج نَوَاطِيرُ: زىرائەت كۆزەتچىسى.

نَاظَرَ يُنَاظِرُ مُنَاظَرَةً فُلَانًا: پالانىغا ئوخشىدى.

«نَاظَرَهُ فِي الْوَظِيفَةِ»: ۋەزىپىدە ئۇنىڭغا ئوخشاپ قالدى.

نَاظَرَهُ: ئۇنىڭ بىلەن مۇنازىرىلەشتى.

جَمْعُهُمْ يُنَاظِرُ الْأَلْفَ: ئۇلارنىڭ ھەممىسى مىڭغا يېقىن كېلىدۇ.

دَارِي تُنَاظِرُ دَارَهُ: مېنىڭ قورۇيۇم ئۇنىڭ قورۇسىغا ئۇدۇل كېلىدۇ.

نَاظِرٌ ج نَظَّارَةٌ: قارىغۇچى، كۆرگۈچى.

نَاظِرٌ ج نَوَاظِرُ: كۆز.

نَاظِرٌ ج نُظَّارٌ: نازارەتچى، نازىر.

«نَاظِرُ الْمَدْرَسَةِ»: مەكتەپ نازارەتچىسى.

«نَاظِرُ الْمَعَارِفِ»: مائارىپ نازىرى.

نَاظِرَةٌ ج نَوَاظِرُ: قاراپ تۇرغان، كۆز.

﴿وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ نَّاضِرَةٌ إِلَى رَبِّهَا نَاظِرَةٌ﴾ «قرآن»: بۇ كۈندە (سائادەتمەنلەرنىڭ) يۈزلىرى نۇرلۇق بولىدۇ، (ئۇلار) پەرۋەردىگارىغا قاراپ تۇرىدۇ.

«أَصَابَتِ الصَّفْعَةُ نَاظِرَتَهُ»: ئۇنىڭ كۆزىگە بىر كاچات تەگدى.

نَاعِرَةٌ: سۇ تۈگمىنى.

نَاعِسٌ ج نُعَّسٌ م نَاعِسَةٌ ج نَوَاعِسُ: ئۈگدىگۈچى، مۈگدىگۈچى، ئۇيقۇسىرىغۇچى.

نَاعِصَةٌ: قوللىغۇچىلار، ياردەمچىلەر.

نَاعِقٌ ج نَعَقَةٌ ونُعَّاقٌ: غاقىلدايدىغان، هوقۇيتىدىغان.

«غُرَابٌ نَاعِقٌ»: غاقىلدايدىغان قاغا.

«رُعَاةٌ نَعَقَةٌ»: هوقۇيتىدىغان مالچىلار.

أَتَى كُلّ نَاعِقٍ وَ نَاعِرٍ: كىشىلەرنىڭ هەممىسى كەلدى.

فُلَانٌ نَاعِقَةُ بَنِي فُلَانٍ: پالانى-پالانى قەبىلىنىڭ جاكارچىسى.

نَاعِلٌ: كەشلىك، كەش كىيگۈچى؛ قۇلان.

«رَجُلٌ نَاعِلٌ»: كەشلىك ئادەم.

نَاعِمٌ: يۇمشاق، يۇمران؛ پاراۋان، باياشات، كەڭتاشا.

«ثَوْبٌ نَاعِمٌ»: يۇمشاق كىيىم.

«سُكَّرٌ نَاعِمٌ»: يۇمشاق شېكەر.

«عِيْشٌ نَاعِمٌ»: باياشات تۇرمۇش.

الْجِنْسُ النَّاعِمُ: ئاياللار.

نَاعِمُ الظِّفْرِ: ياپياش.

نَاعُوْرٌ نَاعُوْرَةٌ ج نَوَاعِيْرُ: سۇ چىقىرىش ماشىنىسى.

نَاعُوْظٌ: باھنى كۆچەيتكۈچى دورا.

نَاعٍ (النَّاعِي) ج نَاعُوْنَ و نُعَاةٌ م نَاعِيَةٌ ج نَاعِيَاتٌ: ئۆلۈم خەۋىرىنى ئېلىپ كەلگۈچى، ئۆلۈكنى قەبرىگە ئۇزاتقۇچى.

نَاغَشَ يُنَاغِشُ مُنَاغَشَةً: ئويناشتى، چاقچاقلاشتى، پاراڭلاشتى؛ ساقال تاشلىدى.

نَاغَمَ يُنَاغِمُ مُنَاغَمَةً: ئاستا گەپ قىلدى، پىچىرلاپ گەپ قىلدى.

نَاغَى يُنَاغِي مُنَاغَاةَ الصَّبِيِّ: بالا بىلەن قىزغىن پاراڭلاشتى.

نَاغَى الْمَرْأَةَ: ئايالغا چاقچاق قىلدى.

كَادَ الْمَوْجُ يُنَاغِي السَّحَابَ: دولقۇن بۇلۇتقا تاقىشاي دەپ قالدى.

نَافَ يَنُوْفُ نَوْفًا الشَّيْءُ: ئۇستۇن بولدى، ئۆرلىدى، يۈكسەلدى، ئالىيجاناب بولدى.

نَافَ الرَّضِيْعُ الثَّدْيَ: بوۋاق ئەمچەكنى ئەمدى.

نَافَ الشَّخْصُ عَلَى الشَّيْءِ: يېقىنلاشتى.

«عُمْرُهُ يَنُوْفُ عَلَى السِّتِّيْنَ»: ئۇنىڭ يېشى ئاتمىشقا يېقىن.

نَافَ عَلَى: ھالقىپ كەتتى، ئۆتۈپ كەتتى، ئېشىپ كەتتى، بېسىپ چۈشتى.

نَافِثٌ: قاينىغان قازان، بولغان خېمىر.

نَافِجَةٌ ج نَوَافِجُ: چوكچىلىق قىلغۇچى، ئاتىكارچى، ھاكاۋۇر؛ يامغۇرلۇق بۇلۇت؛ قاتتىق شامال، بوران؛ كېيىكنىڭ تېنىدىكى ئىپار قېپى.

نَافَحَ يُنَافِحُ مُنَافَحَةً ـــ هُ: ئۇنىڭ بىلەن كۈرەش قىلدى، جېدەللەشتى.

نَافَحَ عَنْهُ: ئۇنى قوغدىدى.

نَافِخٌ: پۈۋلىگۈچى، پۈۋلەپ چالغۇچى.

«نَافِخٌ فِي الْبُوْقِ»: بۇرغا چالغۇچى.

مَا بِالدَّارِ نَافِخُ ضَرَمَةٍ: قورۇدا ھېچكىم يوق.

نَافَذَ يُنَافِذُ مُنَافَذَةً: دەۋالاشتى، جېدەللەشتى.

نَافِدُ الصَّبْرِ: سەۋر-تاقىتى قالمىغان.

نَافِذٌ: ئۆتكەن، تەگكەن.

«سَهْمٌ نَافِذٌ إِلَى صَدْرِهِ»: ئۇنىڭ كۆكرىكىگە تەگكەن ئوق.

نَافِذٌ ج نُفَّذٌ: ئۆتكۈر.

«رَجُلٌ نَافِذُ الْكَلِمَةِ»: گېپى ئۆتىدىغان ئادەم.

نَافِذٌ ج نَوَافِذُ: ئۆتكۈر، ئىجرا قىلىنىدىغان.

«طَرِيْقٌ نَافِذٌ»: مېڭىلىدىغان يول.

«حُكْمٌ نَافِذٌ»: ئىجرا قىلىنىدىغان ھۆكۈم.

«قَرَارٌ نَافِذُ الْمَفْعُوْلِ»: كۈچكە ئىگە قارار.

نَافِذَةٌ ج نَوَافِذُ: تۈڭلۈك، دېرىزە، پەنجىرە.

«طُرُقٌ نَافِذَةٌ»: ئۆتەر يوللار.

«نَافِذَةُ الْغُرْفَةِ»: ھۇجرىنىڭ دېرىزىسى.

«نَافِذَةُ الْقِطَارِ»: پويىزنىڭ دېرىزىسى.

رَائِحَةٌ نَافِذَةٌ: ئۆتكۈر پۇراق.

نَافَرَ يُنَافِرُ مُنَافَرَةً: جېدەللەشتى، ئابروي تالاشتى.

نَافَرَهُ: داۋالاشتى.

نَافِرٌ ج نُفَّرٌ وَ نُفَّرٌ: نەپرەتلەنگۈچى، ئۆچ كۆرگۈچى، يىرگەنگۈچى، كۆپكۈچى، ئىششىق، كۆپۈك، قاپارتقۇ.

رَسْمٌ نَافِرٌ: قاپارتما نەقىش.

نَافِرَةُ الشَّخْصِ: كىشىنىڭ ئائىلىسى ۋە يېقىن تۇغقانلىرى.

نَافَسَ يُنَافِسُ مُنَافَسَةً: مۇسابىقىلەشتى، بەسلەشتى.

«نَافَسَهُ فِي السِّبَاقِ»: مۇسابىقىدە ئۇنىڭ بىلەن بەسلەشتى.

نَافِطَةٌ ج نَوَافِطُ: قاپارتقۇ، چىپچەك، ئۆچكە.

رَغْوَةٌ نَافِطَةٌ: كۆپۈك.

مَا لَهُ عَافِطَةٌ وَلَا نَافِطَةٌ: ئۇنىڭ ھېچ نەرسىسى يوق.

نَافِعٌ: پايدىلىق، مەنپەئەتلىك، ئۈنۈملۈك.

«قَوْلٌ نَافِعٌ»: پايدىلىق گەپ-سۆز.

«دَوَاءٌ نَافِعٌ»: پايدىلىق دورا.

النَّافِعُ: ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بولۇپ، خالىغان بەندىسىگە پايدا يەتكۈزگۈچى دېگەن مەنىدە.

نَافِعَةٌ: پايدا، مەنپەئەت.

مَا نَفَعَنِي بِنَافِعَةٍ: ماڭا پايدا يەتكۈزمىدى.

نَافَقَ يُنَافِقُ نِفَاقًا وَ مُنَافَقَةً: ئىككى يۈزلىمىلىك قىلدى.

﴿أَلَمْ تَرَ إِلَى الَّذِينَ نَافَقُوا﴾ «قۇرئان»: مۇناپىقلارنىڭ ... نى كۆرمىدىڭمۇ؟

نَافِقٌ: بازارلىق، بازىرى ئىتتىك، بازىرى چاققان.

نَافِلٌ م نَافِلَةٌ ج نَوَافِلُ: سوۋغا بەرگۈچى؛ ئۆلۈشنىڭ تېپىشىدىكى نەرسە؛ نەپلى ناماز؛ سوۋغا، سوۋغات، تارتۇق، ھەدىيە؛ ئولجا، غەنىيمەت؛ نەۋرە.

﴿وَمِنَ اللَّيْلِ فَتَهَجَّدْ بِهِ نَافِلَةً لَكَ﴾ «قۇرئان»: ساڭا نەپلە (ئىبادەت) بولۇشى ئۈچۈن، كېچىنىڭ بىر قىسمىدا (ناماز ئوقۇشقا، قۇرئان ئوقۇشقا) ئويغانغىن.

﴿وَوَهَبْنَا لَهُ إِسْحَاقَ وَيَعْقُوبَ نَافِلَةً﴾ «قۇرئان»: بىز ئۇنىڭغا (يەنى، ئىبراھىمغا) ئىسھاقنى بەردۇق، (ئۇ پەرۋەردىگارىدىن سورىمىسىمۇ) يەئقۇبنى ئوشۇق بەردۇق.

مِنْ نَافِلَةِ الْقَوْلِ أَنْ ...: ئارتۇق گەپ، بۇ يەردە قوشۇمچە قىلىپ قويىدىغان گەپ.

نَاقِةٌ ج نُقَّةٌ: قورقۇنچاق، توخۇ يۈرەك؛ ھالسىرىغان تۆگە.

نَافُورَةٌ ج نَوَافِيرُ: فونتان.

نَافَى يُنَافِي مُنَافَاةً: قارىمۇقارشى كەلدى، زىت كەلدى.

«سُلُوكٌ يُنَافِي الْأَدَبَ»: ئەدەپ-قائىدىلەرگە زىت كېلىدىغان قىلىق.

«هَذِهِ الْقَضِيَّةُ تُنَافِي تِلْكَ»: بۇ مەسىلە شۇ مەسىلىگە زىت كېلىدۇ. قارىمۇقارشى كېلىدۇ.

نَاقَةٌ ج نُوقٌ وَ نِيَاقٌ: چىشى تۆگە؛ تۆگە شەكلىدە تىزىلغان يۇلتۇزلار.

لَا نَاقَةَ لَهُ فِي الْأَمْرِ وَلَا جَمَلَ: ئۇنىڭ ئىش بىلەن ئالاقىسى يوق.

نَاقَةُ الْبَحْرِ: دېڭىز كالىسى.

نَاقَدَ يُنَاقِدُ مُنَاقَدَةً — هـ: ئۇنىڭ بىلەن دەتالاش قىلدى، مۇنازىرىلەشتى.

«نَاقَدَ الْأَتْبَاعُ زَعِيمَهُمْ»: قول ئاستىدىكىلىرى باشلىقى بىلەن گەپ تالاشتى.

نَاقِدٌ ج نُقَّادٌ وَ نَقَدَةٌ: تەنقىدچى، باھالىغۇچى، ئوبزورچى، ئەيىبلىگۈچى.

نَاقِدٌ فَنِّيٌّ: سەنئەت جەھەتتىن باھالىغۇچى.

نَاقِدٌ مَسْرَحِيٌّ: ئوپېرا ئوبزورچىسى.

نَاقَرَ يُنَاقِرُ مُنَاقَرَةً: تاكاللاشتى، تالاش-تارتىش قىلدى، مۇنازىرىلەشتى.

«شَابٌّ مُشَاكِسٌ يُنَاقِرُ زُمَلَاءَهُ»: ساۋاقداشلىرى بىلەن جاڭجاللىشىدىغان تەرسا يىگىت.

نَاقَشَ يُنَاقِشُ نِقَاشًا وَ مُنَاقَشَةً: تەكشۈردى، تەتقىق قىلدى.

«يُنَاقِشُ كُلَّ صَغِيرَةٍ وَ كَبِيرَةٍ»: كىچىك-چوڭ ھەممىنى تەكشۈرۈپ تەتقىق قىلىدۇ.

نَاقَشَ الْحِسَابَ / نَاقَشَ فِي الْحِسَابِ: ھېساباتنى تەكشۈردى.

«نَاقَشَ الْمُفَتِّشُ الْمُحَاسِبَ»: مۇپەتتىش بوغالتىرنى تەكشۈردى.

نَاقَشَتِ اللَّجْنَةُ الطَّالِبَ فِي أُطْرُوْحَتِهِ لِنَيْلِ الدُّكْتُوْرَاهْ: ئوقۇغۇچىنىڭ دوكتورلۇق ئۇنۋانى ئېلىش ئۈچۈن يازغان ماقالىسىنى ھەيئەت مۇھاكىمە قىلدى.

«يُنَاقِشُ مَجْلِسُ النُّوَّابِ مِيْزَانِيَّةَ الدَّوْلَةِ آخِرَ كُلِّ سَنَةٍ»: پارلامېنت دۆلەت بيۇدژىتىنى ھەر يىلىنىڭ ئاخىرىدا بەس-مۇنازىرە قىلىدۇ.

«بَيْنَا نَحْنُ نُنَاقِشُ الْمَشْرُوْعَ أَعْلَنَ رَئِيْسُ الْجَلْسَةِ تَأْجِيْلَ الْإِجْتِمَاعِ»: بىز پىلاننى مۇزاكىرە قىلىۋاتساق، تۇساتتىن يىغىن باشقۇرغۇچى يىغىننىڭ كېچىكتۈرۈلگەنلىكىنى ئېلان قىلدى.

نَاقِصٌ: كەم، پۈتمىگەن؛ ئاخىرقى ھەرپى «ھەرپى ئىللەت» بولغان سۆز، يەنى «رمى»، «دعا»غا ئوخشاش.

«عَمَلٌ نَاقِصٌ»: پۈتمىگەن ئىش.

نَاقَضَ يُنَاقِضُ مُنَاقَضَةً: قارشىلىق قىلدى، قارشى تۇردى.

نَاقَضَ الشَّخْصَ فِي قَوْلِهِ: قارشى سۆزلىدى.

نَاقِعٌ: نەملىگۈچى، ھۆللىگۈچى.

سُمٌّ نَاقِعٌ: جاننى ئالىدىغان زەھەر.

شَرَابٌ نَاقِعٌ: ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرىدىغان ئىچىملىك:

دَوَاءٌ نَاقِعٌ: ئۈنۈملۈك دورا.

دَمٌ نَاقِعٌ: يېڭى قان.

نَاقَلَ يُنَاقِلُ مُنَاقَلَةً الْفَرَسَ: ئات ئۇچقاندەك چاپتى.

نَاقَلَ الْأَقْدَاحَ: قەدەھ تۇتۇشتى، قەدەھ سوقۇشتۇردى.

نَاقَلَتِ الْحَدِيْثَ: پاراڭلاشتى، سۆھبەتلەشتى.

نَاقِلٌ: يەتكۈزگۈچى، يەتكۈزىدىغان.

«سِلْكٌ نَاقِلٌ لِلْكَهْرَبَاءِ»: توك يەتكۈزىدىغان سىم.

«نَاقِلُ الصَّوْتِ»: ئاڭلىتىش ئاپپاراتى.

«نَاقِلٌ لِلْعَدْوَى»: يۇقۇملۇق كېسەللىك تارقاتقۇچى.

نَاقِلٌ نَاقِلُوْنَ وَ نَقَلَةٌ وَ نُقَّالٌ: ھامماڵ، يۈك توشۇغۇچى؛ راۋىي، رىۋايەت قىلغۇچى؛ تەرجىمە قىلغۇچى.

«نَاقِلُوْ الْبَضَائِعِ»: مال يۆتكىگۈچىلەر.

«هُوَ مِنَ النَّقَلَةِ الْمُمْتَازِيْنَ»: ئۇستا تەرجىمان.

«نَاقِلٌ لِلْحَدِيْثِ الشَّرِيْفِ»: ھەدىس شەرىف رىۋايەت قىلغۇچى.

«مِنْ نَقَلَةِ الْعِلْمِ»: ئىلىم تارقاتقۇچىلاردىن.

نَاقِلَةٌ ج نَاقِلَاتٌ و نَوَاقِلُ: يۈك توشۇغۇچى پاراخوت؛ مۇسىبەت، بالايىئاپەت.

«نَمَّامَةٌ نَاقِلَةٌ لِلْأَخْبَارِ»: خەۋەرلەرنى توشۇغۇچى، گەپلەرنى توشۇغۇچى، سۇخەنچى.

«نَاقِلَةُ النِّفْطِ»: نېفىت توشۇغۇچى پاراخوت.

«نَاقِلَةُ الطَّائِرَاتِ»: ئاۋىئاماتكا.

نَاقِلَةٌ مِنَ النَّاسِ: كۆچمەنلەر.

نَاقِمٌ ج نَاقِمُوْنَ: غەزەپلەنگۈچى، يامان كۆرگۈچى.

«نَاقِمٌ عَلَيْهِ مِنْ أَجْلِ تَصَرُّفَاتِهِ»: ئۇنىڭ ئىش-ھەرىكىتى تۈپەيلىدىن ئۇنى يامان كۆرگۈچى.

نَاقُورٌ ج نَوَاقِيرُ: بۇرغا، كاناي، سۇر.

نَاقُوسٌ ج نَوَاقِيسُ: قوڭغۇراق، زىل، كولدۇرما.

«نَاقُوسُ الْمَدْرَسَةِ»: مەكتەپنىڭ قوڭغۇرىقى.

دَقَّ نَاقُوسَ الْخَطَرِ: ئاگاھلاندۇرۇش سىگنالى چالدى.

نَاكَ يَنِيكُ نَيْكًا: جىما قىلدى، جىنسىي ئالاقە قىلدى.

نَاكَدَ يُنَاكِدُ مُنَاكَدَةً ـهُ: ئۇنىڭغا قاتتىق مۇئامىلە قىلدى، ئۇنى قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويدى.

نَاكِدٌ ج نَوَاكِدُ: بالىسى تۇرمايدىغان ئايال؛ سۈتى ئاز ھايۋان.

نَاكَرَ يُنَاكِرُ مُنَاكَرَةً: ئالدىدى، گوللىدى، ھىيلىگەرلىك قىلدى، ئالدامچىلىق قىلدى.

نَاكَرَهُ: ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشتى.

نَاكِسٌ ج نَاكِسُونَ وَ نَوَاكِسُ: بېشىنى تۆۋەن سالغان.

﴿وَلَوْ تَرَى إِذِ الْمُجْرِمُونَ نَاكِسُو رُؤُوسِهِمْ﴾ «قرآن»: ئەگەر سەن گۇناھكارلارنىڭ باشلىرىنى ساڭگىلىتىپ تۇرغانلىقىنى كۆرىدىغان بولساڭ...

نَاكَفَ يُنَاكِفُ مُنَاكَفَةً ـهُ الْكَلَامَ: تاكاللاشتى، گەپ ياندۇردى، جېدەللەشتى.

نَاكِلٌ عَنِ الْأَمْرِ: قورقۇنچاق، ئاجىز.

نَالَ يَنَالُ نَيْلًا: ئېرىشتى، ئالدى، قولغا كەلتۈردى.

﴿لَنْ تَنَالُوا الْبِرَّ حَتَّى تُنْفِقُوا مِمَّا تُحِبُّونَ﴾ «قرآن»: ياخشى كۆرگەن نەرسەڭلەردىن سەرپ قىلمىغۇچە ھەرگىز ياخشىلىققا (يەنى، جەننەتكە) ئېرىشەلمەيسىلەر.

نَالَ مَطْلُوبَهُ: مەقسىتىگە يەتتى، ئىزدىگىنىگە ئېرىشتى.

«نَالَ التَّقْدِيرَ»: تەقدىرلەندى.

«نَالَ الْإِسْتِقْلَالَ»: مۇستەقىللىققا ئېرىشتى.

«نَالَ جَائِزَةً»: مۇكاپاتقا ئېرىشتى.

«نَالَ النَّادِي الرِّيَاضِيّ الْجَائِزَةَ السَّنَوِيَّةَ»: تەنھەرىكەت كۇلۇبى يىللىق مۇكاپاتقا ئېرىشتى.

نَالَ مِنْهُ وَ مِنْ عِرْضِهِ: ئۇنى تىللىدى.

نَالَ الشَّيْءَ: پايدا ئالدى، مەنپەئەتكە ئېرىشتى.

نَالَ مِنْهُ: تەسىرلەندى، تەسىرلەندۇردى، ھاياجانلاندۇردى، جەلپ قىلدى، يۇقۇملاندى.

نَالَهُ الشَّيْءُ: نەرسە ئۇنىڭغا يەتتى، يېتىپ باردى.

﴿لَنْ يَنَالَ اللَّهَ لُحُومُهَا وَلَا دِمَاؤُهَا﴾ «قرآن»: ئاللاھقا ئۇلارنىڭ گۆشلىرى ۋە قانلىرى يېتىپ بارمايدۇ.

نَالَ الشَّخْصُ مِنْ فُلَانٍ أَوْ مِنْ عِرْضِهِ: پالانىنى تىللىدى.

نَالَ فُلَانًا الشَّيْءَ: پالانىغا نەرسە بەردى.

«نِلْتُهُ مَعْرُوفًا»: ئۇنىڭغا ياخشىلىق قىلدىم.

«نَالَهُ أَوْفَرَ مَنَالٍ»: ئۇنىڭغا ئەڭ كۆپ بەردى.

نَالَ مِنْهُ الشَّيْبُ: چېچى ئاقىرىپ كەتتى.

نَالَ مِنْ عِرْضِهِ: تۆھمەت قىلدى، بوھتان چاپلىدى، قارا چاپلىدى، ئابرۇيىنى تۆكتى.

نَالَهُ بِسُوءٍ: زىيانكەشلىك قىلدى، يامانلىق قىلدى.

نَالَهُ: ئېرىشتۈردى، ئىگە قىلدى.

نَالَ يَنُولُ نَوْلًا وَ نَوَالًا: بەردى، ئاتا قىلدى.

نَالَ عَلَيْهِ بِشَيْءٍ: سېخىيلىق قىلدى.

«نَالَ عَلَيْهِ بِهَدِيَّةٍ»: ئۇنىڭغا سوۋغات بەردى.

نَالَ لَهُ أَنْ يَفْعَلَ كَذَا: شۇنداق قىلىشقا ئاز قالدى.

نَامَ يَنَامُ نَوْمًا: ئۇخلىدى.

«نَامَ الصَّبِيُّ»: بالا ئۇخلىدى.

نَامَ الشَّيْءُ: توختىدى، جىمىدى، پەسەيدى، تىنچىدى.

«نَامَ الْبَحْرُ»: دېڭىز تىنچىدى.

«نَامَتِ الرِّيحُ»: شامال توختىدى.

«إِنَّ عَيْنَيَّ تَنَامَانِ وَلَا يَنَامُ قَلْبِي» ‹حديث›: مېنىڭ ئىككى كۆزۈم ئۇخلىغان بىلەن قەلبىم ئويغاق.

نَامَتِ النَّارُ: ئوت ئۆچتى.

نَامَ إِلَيْهِ: خاتىرجەم بولدى.

نَامَ عَنْ حَاجَتِهِ: ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلمىدى، بىپەرۋالىق قىلدى.

نَامَ الشَّخْصُ لِلَّهِ: ئاللاھقا بويسۇندى.

نَامَ هَمُّهُ: خاتىرجەم بولدى.

«إِنَّ هَذَا النَّارَ عَدُوٌّ لَكُمْ، فَإِذَا نِمْتُمْ فَأَطْفِئُوهَا عَنْكُمْ» ‹حديث›: شۈبھىسىزكى، ئوت سىلەرگە دۈشمەندۇر، سىلەر ئۇخلىغاندا ئوتنى ئۆچۈرۈۋېتىڭلار.

نَامَتِ الرِّجْلُ: پۇت ئۇيۇشۇپ قالدى.

نَامَتِ السُّوقُ: بازار كاساتلاشتى.

نَامَسَ يُنَامِسُ مُنَامَسَةً الصَّائِدُ: ئوۋچى موكىلىش ئۆيىگە كىرىۋالدى.

نَامَسَهُ: ئۇنىڭ بىلەن سىرداشتى.

نَامِصَةٌ ج نَوَامِصُ: ئاياللارنىڭ يۈزىنى تىرىپ پەردازلىغۇچى ئايال.

نَامُوسٌ ج نَوَامِيسُ: زېرەك، چېچەن؛ شەرىئەت، قائىدە، تۈزۈم، نىزام، قانۇن، سىرداش دوست، مەككار، كاززاپ، كىشىنى سۆزگە، كىچىك پاشا، راھىبنىڭ ئىبادەتخانىسى، ئوۋچى ئۆزىنى دالدىغا ئالىدىغان جاي.

نَامُوسُ الْإِنْتِخَابِ الطَّبِيعِيِّ: تەبىئىي تاللىنىش قانۇنى.

«نَوَامِيسُ الطَّبِيعَةِ»: تەبىئەت قانۇنلىرى.

النَّامُوسُ جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام.

نَامُوسِيَّةٌ: پاشىلىق.

نَامٍ (النَّامِي): ئۆسۈۋاتقان، تەرەققىي قىلىۋاتقان.

شَبَابٌ نَامٍ: يېتىلىۋاتقان ياش.

الْبُلْدَانُ النَّامِيَّةُ: تەرەققىي قىلىۋاتقان دۆلەتلەر.

نَامِيَةٌ مَرَضِيَّةٌ: سۆگەل.

النَّامِيَّةُ السَّرْطَانِيَّةُ: ياماں سۇيەتلىك ئۆسمە.

نَاهَ يَنُوهُ نَوْهًا: ئۆستى، ئۆرلىدى، ئېگىزلىدى.

«نَاهَ النَّبَاتُ»: ئۆسۈملۈك ئۆستى.

نَاهِيءٌ: ئېچىپ قانغۇچى.

نَاهَبَ يُنَاهِبُ مُنَاهَبَةً: يۇلۇۋېلىشتا مۇسابىقىلەشتى.

نَاهَبَ الْغَنِيمَةَ: غەنىيمەت ئالدى، تالاشتى.

نَاهَدَ يُنَاهِدُ نِهَادًا وَ مُنَاهَدَةً الشَّخْصَ: جېدەللەشتى، قارشى چىقتى.

«نَاهَدَ الْعَدُوَّ»: دۈشمەنگە قارشى كۈرەش قىلدى.

نَاهِدٌ نَاهِدَةٌ ج نَوَاهِدُ: ئەمچىكى تومپىيىپ چىقىپ تۇرغان ئايال؛ يولۋاس.

غُلَامٌ نَاهِدٌ: بالاغەتكە يەتكەن بالا.

نَاهَزَ يُنَاهِزُ مُنَاهَزَةً: يېقىنلاشتى.

«نَاهَزَ الرَّضِيعُ الْفِطَامَ»: بالا ئەمچەكتىن ئايرىشقا يېقىنلاشتى.

«نَاهَزَتِ الْبُلُوغَ»: بالاغەتكە يېتەي دەپ قالدى.

«نَاهَزَ الْخَمْسِينَ مِنْ عُمْرِهِ»: ئەللىك ياشقا يېقىنلاشتى.

نَاهَزْتُهُ الْفُرْصَةُ: ئۇنىڭغا پۇرسەت كېلىپ قالدى.

نَاهَزَ الْفُرْصَةَ: پۇرسەتنى غەنىيمەت بىلدى.

نَاهَضَ يُنَاهِضُ مُنَاهَضَةً: قارشى تۇردى، قارشىلىق كۆرسەتتى، قارشىلاشتى، تىركەشتى، قارشى چىقتى.

«نَاهَضَ خَصْمَهُ»: دۈشمىنى بىلەن قارشىلاشتى، رەقىبى بىلەن قارشىلاشتى.

نَاهِضٌ: جانلانغۇچى، گۈللەنگۈچى، تېتىك، ئۆرە.

نَاهِضٌ ج نَوَاهِضُ: قۇشنىڭ ئۇچۇرما بولغان بالىسى؛ ئېگىز يەر.

نَاهِضٌ ج نُهَّضٌ: تېتىك، جانلىق، روھلۇق.

«شَبَابٌ نَاهِضٌ»: جانلىق، روھلۇق ياشلار.
«عُمَّالٌ نُهَّضٌ»: تىرىشچان ئىشچىلار.
دَلِيلٌ نَاهِضٌ: ئوچۇق پاكىت، روشەن دەلىل.
نَاهِضَةٌ: تېتىك، جانلىق، روھلۇق.
«فَتَاةٌ نَشِيطَةٌ نَاهِضَةٌ»: روھلۇق، تىرىشچان قىز.
نَاهِضَةٌ ج نَوَاهِضُ الشَّخْصِ: كىشىنىڭ بولۇشىدىغان تۇغقانلىرى؛ ئىشقا تەييار خىزمەتچىلەر.
نَاهِلٌ ج نُهَّالٌ: قېنىپ ئىچكەن، تەشنا.
نَاهِلَةٌ ج نَوَاهِلُ وَ نِهَالٌ: قانغان، قېنىپ ئىچكەن؛ تەشنا.
سُيُوفٌ نَوَاهِلُ: قان تېمىپ تۇرغان قىلىچلار.
إِبِلٌ نَوَاهِلُ: ئاچ قالغان تۆگىلەر.
نَاهٍ (النَّاهِي) ج نُهَاةٌ: چەكلىگۈچى، چەكلەيدىغان، توق قانغان.
«النَّاهِي عَنِ الْمَعَاصِي»: گۇناھلاردىن چەكلەيدىغان.
رَجُلٌ نَاهِيكَ مِنْ رَجُلٍ: ئۇ ھاجىتىڭدىن چىقىدىغان ئادەم.
نَاهِيَةٌ ج نَوَاهٍ: مەنئى قىلىش بۇيرۇقى، تەھقىقلەش پەرمانى، پەرھىز، ئۆزگەرمەس قانۇن.
نَاوَأَ يُنَاوِئُ مُنَاوَأَةً ـــ ه: ئابرۇي تالاشتى.
نَاوَأَهُ: دۈشمەنلەشتى، قارشىلاشتى، مۇسابىقىلەشتى.
«نَاوَأَهُ خُصُومُهُ»: رەقىبلىرى ئۇنىڭ بىلەن قارشىلاشتى.
نَاوَرَ يُنَاوِرُ مُنَاوَرَةً ـــ ه: ئۇنىڭ بىلەن تىللاشتى.
«نَاوَرَ خَصْمَهُ»: رەقىبى بىلەن تىللاشتى.
نَاوَرَتْ فِرَقُ الْجَيْشِ: ئەسكىرىي قىسىملار مانېۋىر ئۆتكۈزدى.
نَاوَشَ يُنَاوِشُ مُنَاوَشَةً: ئارىلاشتى.
نَاوَشَ الشَّخْصَ: ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشۇشتىن بۇرۇن ئۇنىڭ كۈچىنى سىنىدى.
«نَاوَشَ الثُّوَّارُ جُنُودَ الْعَدُوِّ»: قوزغىلاڭچىلار دۈشمەن قوشۇنىنىڭ كۈچىنى سىنىدى.
نَاوَلَ يُنَاوِلُ مُنَاوَلَةً ـــ هُ الشَّيْءَ: ئۇنىڭغا نەرسە بەردى.
«نَاوَلَهُ الدَّوَاءَ»: ئۇنىڭغا دورا بەردى.
نَاوُوسٌ ج نَوَاوِيسُ: خرىستىئانلار ئۆلۈكنىڭ جەسىتىنى سالىدىغان ساندۇق؛ خرىستىئانلارنىڭ قەبرىستانلىقى.
نَاوَى يُنَاوِي مُنَاوَاةً: قارشى تۇردى، قارشىلىق كۆرسەتتى، دۈشمەنلەشتى.
نَايٌ ج نَايَاتٌ: نەي، قومۇش نەي.
نَايَاتِيٌّ ج نَايَاتِيَّاتٌ: نەيچى.
نَاءٍ م نَائِيَةٌ: يىراق، ئۇزاق.
يَعِيشُ فِي قَرْيَةٍ نَائِيَةٍ: ئۇ يىراق يېزىدا ياشايدۇ.
نَائِبٌ ج نُوَّابٌ: ئورۇنباسار، ۋەكىل، خەلق ۋەكىلى.
«نَائِبُ الرَّئِيسِ»: مۇئاۋىن رەئىس.
«نَائِبُ الْقَاضِي»: ئورۇنباسار سوتچى.
«النَّائِبُ الْعُمُومِيّ»: تەپتىش باشلىقى، تەپتىش ئەمەلدارى.
«نَائِبٌ فِي الْبَرْلَمَانِ»: پارلامېنت ئەزاسى.
نَائِبَةٌ ج نَوَائِبُ وَ نَائِبَاتٌ: ئايال ۋەكىل، ئايال ئەزا، ئاپەت، بالايى-قازا، ھادىسە، مۇسىبەت.
«نَائِبَةٌ فِي الْبَرْلَمَانِ»: ئايال پارلامېنت ئەزاسى.
الْحُمَّى النَّائِبَةُ: ھەر كۈنى بولۇپ تۇرىدىغان بەزگەك.
نَوَائِبُ الدَّهْرِ: بەختسىزلىك، ئاپەت، بالايى-قازا، ھادىسە، مۇسىبەت.
نَائِجَةٌ ج نَوَائِجُ و نَائِجَاتٌ: بوران، قارا بوران.
نَائِحَةٌ ج نَائِحَاتٌ و نَوَائِحُ: مېيىتكە قوشاق قېتىپ يىغلايدىغان ئايال.
نَائِلٌ: ئېرىشكۈچى، قولغا كەلتۈرگۈچى،

ئېرىشىلگەن نەرسە، سوۋغا، سېخىيلىق، مەردلىك.

«عِشْ نَائِلاً كُلَّ مَا تَرْجُوهُ مَا سَجَعَتْ وَرْقُ الْحَمَامِ عَلَى الأَغْصَانِ وَالْبَانِ»: مادامىكى كەپتەرلەر شاخلاردا سايراپلا تۇرىدىكەن، كۆڭلۈڭگە پۈككەن نەرسەڭگە ئېرىشىپ ياشارسەن. (ئىلاھىم، مەڭگۈ كۆتكىنىڭگە ئېرىشەرسەن.)

نَائِمٌ ج نُوَّامٌ وَ نِيَامٌ: ئۇخلىغۇچى، ئۇخلاۋاتقان، ئۇيۇشۇپ قالغان، ناركوز قىلىغۇچى، ناركوز قىلىنغان.

نَاءٍ (النائي): يىراق.

يَعِيشُ فِي قَرْيَةٍ نَائِيَةٍ: ئۇ يىراق جايدا ياشايدۇ.

نَأَتْ يَنْأَتْ نَأْتًا وَ نَئِيتًا: ئىڭرىدى.

نَأَتَ الرَّجُلَ: كىشىگە ھەسەت قىلدى، كىشىنى كۆرەلمىدى.

نَأَثَ يَنْأَثُ نَأْثًا وَ مَنْأَثًا: يىراقلاشتى، يىراق بولدى، ئاستا بولدى، تېز ماڭدى.

نَأَجَ يَنْأَجُ نَئِيجًا وَنَأْجًا — الرِّيحُ: بوران چىقتى.

نَأَجَ إِلَى اللهِ فِي الدّعَاءِ: ئاللاھغا ئىلتىجا قىلدى.

نَأَجَ الْخَبَرَ: خەۋەر تارقالدى.

نَأَجَ الأَمْرَ: ئىشنى كىچىكلىتۈردى.

نَأَجَ يَنْأَجُ يَنْآجُ نَأْجًا وَ نُؤَاجًا — الثَّوْرُ: ئۆكۈز مۆرىدى، بورقىرىدى.

نَئِجَ يَنْأَجُ نَأَجًا: ئاستا يېدى، ئۆمەللەپ يېدى.

نَئِجَ الْقَوْمُ: قوۋم بوراندا قالدى.

نَأَدَ يَنْأَدُ نَأْدًا: ھەسەت قىلدى.

نَأَدَتْهُ الْمُصِيبَةُ: ئۇنىڭغا مۇسىبەت كەلدى، بالا- قازاغا يولۇقتى.

نَأْدةُ:ئۇنىڭغا ھەسەت قىلدى.

نَأَرَ يَنْأَرُ نَأْرًا: قالايمىقانچىلىق يۈز بەردى.

نَأَشَ يَنْأَشُ نَأْشًا — الشَّيْءَ: نەرسىنى تارتىۋالدى، زورلۇق بىلەن ئېلىۋالدى.

نَأَشَ الأَمْرَ: ئىشنى كېچىكتۈردى.

نَأَشَ مِنْ مَكَانِهِ: جايىدىن يىراقلاپ كەتتى.

نَأَشَهُ اللهُ: ئاللاھ ئۇنى تىرىلدۈردى.

نَأَفَ يَنْأَفُ نَأْفًا فِي الأَمْرِ: ئەستايىدىل ئىشلىدى، دىققەت بىلەن ئورۇنلىدى.

نَئِفَ يَنْأَفُ نَأْفًا وَنَأَفًا — مِنَ الشَّرَابِ: قانغۇدەك ئىچتى.

نَئِفَ الرَّجُلَ: ئۆچ كۆردى، يامان كۆردى، بىزار بولدى.

نَأَفَ الشَّيْءَ: نەرسىنى يېدى.

نَأَلَ يَنْأَلُ نَأْلًا و نَأَلانًا وَ نَئِيلًا الْفَرَسُ: ئات يورغىلاپ ماڭدى.

نَأَلَهُ: ئۇنىڭغا ھەسەت قىلدى.

نَأَمَ يَنْأَمُ نَئِيمًا: ۋاراڭ-چۇرۇڭ قىلدى.

نَأْمَةٌ: ۋاراڭ-چۇرۇڭ.

نَأْنَأَ يُنَأْنِئُ نَأْنَأَةً عَنِ الأَمْرِ: بوشاشتى، بوشاڭلىق قىلدى، سوغۇق مۇئامىلىدە بولدى.

نَأْنَأَ فِي الرَّأْيِ: ئىككىلىنىپ قىلدى، ئەزمىلىك قىلدى.

نَأْنَأٌ ونَأْنَاءٌ و نُؤْنُؤٌ: ئاجىز، قورقۇنچاق، ئىرادىسىز، بوزەك.

نَؤُودٌ: ئاپەت، ھادىسە.

نُؤُورٌ: بۇس (ياغىلىق).

نُؤُوشٌ: كۈچلۈك، كۈچتۈڭگۈر.

نَأَى يَنْأَى نَأْيًا — عَنْهُ: يىراقلاشتى، يىراق تۇردى، ئايرىلدى، ئۇزاپ كەتتى، نېرى كەتتى.

«نَأَى عَنْ بَيْتِهِ»: ئۆيىدىن يىراقلاشتى.

نَأَى الشَّخْصُ بِجَانِبِهِ: تەكەببۇرلۇق قىلدى، ئاتتكارچىلىق قىلدى، چوڭچىلىق قىلدى، يۈز ئۆرۈدى، يىراقلاشتى.

﴿وَإِذَا أَنْعَمْنَا عَلَى الإِنْسَانِ أَعْرَضَ وَنَأَى بِجَانِبِهِ﴾ قۇرئان: ئىنسانغا (تۈرلۈك نېمەتلەرنى

بەرسەك، (پەرۋەردىگارنىڭ ئىبادىتىدىن يىۈز ئۆرۈيدۇ، (چوكچىلىق قىلىپ پەرۋەردىگاردىن يىراقلىشىدۇ.

نُؤْيٌ و نِئْيٌ وَ نُؤْيٌ ج آنَاءٌ وَأُنَاءٌ وُ نُئِيٌّ و نِئِيٌّ: خەندەك، ئاكوپ.

نُيَيْشٌ: يىراق.

فَعَلَهُ نُيَيْشًا: ئۇ ئەمدى قىلدى.

جَاءَ نُيَيْشًا: ئۇ ئاستا كەلدى.

نَبَا يَنْبُو نُبُوًّا وَ نَبْوَةً — الطَّبْعُ عَنِ الشَّيْءِ: ئىنساننىڭ تەبىئىتى نەرسىدىن يىرگەندى.

نَبَتِ الصُّورَةُ: سۈرەت سەت بولدى.

نَبَتْ جَنْبُهُ عَنِ الْفِرَاشِ: ئۇ ئارامسىزلىنىپ ئۇخلىيالمىدى.

نَبَتِ السَّهْمُ عَنِ الْهَدَفِ: ئوق نىشانغا تەگمىدى.

«نَبَا عَنْ مَكَانِهِ، نَبَا بِهِ الْمَكَانُ»: ئورنىدىن چەتنىدى.

نَبَاتٌ: ئۆسمەك.

نَبَاتٌ ج نَبَاتَاتٌ: ئۆسۈملۈك، ئوت-چۆپ، گىياھ-ئېكىن.

«نَبَاتٌ حَوْلِيٌّ»: يىللىق ئۆسۈملۈك.

«نَبَاتٌ طِبِّيٌّ»: تېببىي ئۆسۈملۈك، دورا ئۆسۈملۈكى.

«نَبَاتٌ مَائِيٌّ»: سۇ ئۆسۈملۈكى.

«نَبَاتَاتُ الزِّينَةِ»: زىننەت ئۆسۈملۈكلىرى.

﴿وَهُوَ الَّذِي أَنزَلَ مِنَ السَّمَاءِ مَاءً فَأَخْرَجْنَا بِهِ نَبَاتَ كُلِّ شَيْءٍ﴾ ‹قرآن›: ئاللاھ بۇلۇتتىن يامغۇر سۈيىنى چۈشۈردى، شۇنىڭ بىلەن بارلىق ئۆسۈملۈكلەرنى ئۈندۈردى.

عِلْمُ النَّبَاتِ: بوتانىكا.

نَبَاتِيٌّ: ئوتخور؛ گۆشسىز تاماق يەيدىغان ئادەم؛ ئۆسۈملۈكنىڭ، ئۆسۈملۈككە ئائىت.

دُهْنٌ نَبَاتِيٌّ: ئۆسۈملۈك مېيى؛ بوتانىكا ئالىمى.

الْمَمْلَكَةُ النَّبَاتِيَّةُ: ئۆسۈملۈك دۇنياسى.

الْمَعَرِّيُّ مِنَ النَّبَاتِيِّينَ: ئەبۇلئەلا مەئەررى گۆش يېمەيدىغانلاردىن ئىدى.

نَبَاجٌ: ئىڭگىزلىك، تۆپىلىك.

نُبَاجٌ: ئۇسۇرۇق، كېرەكسىز نەرسە، كېرەكسىز ئادەم.

نُبَاجُ الْكَلْبِ: ئىتنىڭ ھاۋشىشى.

نُبَاحٌ: ئىتنىڭ ھاۋشىشى، قاۋىشى، ھاۋشىماق.

«نُبَاحُ الْكِلَابِ لَايَضِرّ بِالسَّحَابِ»: ئىتنىڭ ھاۋشىشى بۇلۇتقا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ، بىر تال موينى تەۋرىتەلمەيدۇ؛ ئىت ھۈرەر كارۋان يۈرەر.

نِبَالَةٌ: ئوق ياساش كەسپى.

نَبَالَةٌ: ئالىيجانابلىق، ئىسىلزادىلىك؛ زېرەكلىك.

نَبَاهَةٌ: ئەقىل، زېرەكلىك، چېچەنلىك؛ شۆھرەت، داڭق، شەرەپ، ئېسىللىك.

نَبَأَ يَنْبَأُ وَ نُبُوءًا الشَّيْءُ: ئېگىز بولدى، ئۈستۈن بولدى، يۇكسەك بولدى.

نَبَأَ عَنْ كَذَا: يىرگەندى، يامان كۆردى، بىزار بولدى، نەپرەتلەندى.

نَبَأَ عَلَى قَوْمٍ: قوۋمغا تۇيۇقسىز ھۇجۇم قىلدى.

نَبَأَ مِنْ أَرْضٍ إِلَى أَرْضٍ أُخْرَى: كۆچتى.

نَبَأَ يَنْبَأُ نَبْأً وَ نَبْأَةً: ئاستا توۋۇلدى.

نَبَّأَ نَبَأَ الرَّجُلَ: خەۋەر قىلدى، خەۋەر يەتكۈزدى.

نَبَأٌ ج أَنْبَاءٌ: خەۋەر، مەلۇمات، ئىز-دېرەك، ئاخبارات، ئۇچۇر؛ ھادىس، (يېڭى) خەۋەر.

أَنْبَاءُ الْحَرْبِ: ئۇرۇش خەۋەرلىرى.

«نَشْرَةُ الْأَنْبَاءِ فِي الْإِذَاعَةِ وِ التِّلْفَزَةِ»: رادىئو ۋە تېلېۋىزىيىدە خەۋەرلەرنى ئاڭلىتىش.

﴿عَمَّ يَتَسَاءَلُونَ عَنِ النَّبَإِ الْعَظِيمِ﴾ ‹قرآن›: (مۇشرىكلار ئۆزئارا نېمە توغرۇلۇق سورىشىدۇ؟ ئۇلار چوڭ بىر خەۋەر (يەنى، قىيامەت توغرۇلۇق) سورىشىدۇ.

نَبْأَةٌ: ئىڭرىغان ئاۋاز، نالە-پەرياد، ئىتلارنىڭ

خىرقىرىغان ئاۋازى، خىرقىرىغان ئاۋاز.

نَبَّ يَنِبُّ نَبًّا ونَبِيبًا: ۋارقىرىدى، تولۇلىدى، چىرقىرىدى.

نَبَّ التَّيْسُ: تېكە مەرىدى.

نَبَّاحٌ: كۆپ قاۋايدىغان، تولا ھاۋشىيدىغان، يالغانچى.

كَلْبٌ نَبَّاحٌ: قاتتىق ھاۋشىيدىغان ئىت.

نَبَّاخٌ مِنَ الْعَجِيْنِ: بولغان خېمىر.

نَبَّاذٌ: ھاراق سودىگىرى.

نَبَّارٌ: تولۇلغۇچى، سۆرەن سالغۇچى.

رَجُلٌ نَبَّارٌ بِالْكَلَامِ: ياساھەتلىك ئادەم.

نَبَّاشٌ ج نَبَّاشُوْنَ: تولا كولايدىغان.

«نَمَّامٌ نَبَّاشٌ»: تولا گەپ كولايدىغان گەپ توشۇغۇچى، تولا گەپ كولايدىغان سۇخەنچى.

نَبَّاشُ الْقُبُوْرِ: كېپەن ئوغرىسى، قەبرە ئوغرىسى.

نَبَّالٌ: مەرگەن.

نَبَّأَ يُنَبِّئُ تَنْبِيئًا فُلانًا الْخَبَرَ وَ بِالْخَبَرِ: خەۋەر قىلدى، ئېيتتى، دەپ قويدى، ئۇقتۇردى، بىلدۈردى، مەلۇم قىلدى، ئېلان قىلدى، جاكارلىدى.

«نَبَّأَهُ بِوُقُوْعِ الْخَطَرِ»: ئۇنىڭغا خەتەر يۈز بەرگەنلىكىنى خەۋەر قىلدى.

﴿إِلَى اللهِ مَرْجِعُكُمْ جَمِيعاً فَيُنَبِّئُكُم بِمَا كُنتُمْ فِيهِ تَخْتَلِفُونَ﴾ «قرآن»: ھەممىڭلار ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىسىلەر، سىلەر ئىختىلاپ قىلىشقان نەرسىلەرنى (ئۇنىڭ قايسى ھەق، قايسى ناھەق ئىكەنلىكىنى) ئاللاھ سىلەرگە ئېيتىپ بېرىدۇ.

نَبَّبَ يُنَبِّبُ تَنْبِيبًا — النَّبَاتُ: ئۆسۈملۈك بوغۇملۇق بولدى.

نَبَّتَ يُنَبِّتُ تَنْبِيتًا — الزَّرْعُ: ئۆسۈملۈك بىخ چىقاردى.

نَبَّتَ الشَّجَرَ: دەرەخ تىكتى.

نَبَّتَ الصَّبِيَّ: بالىنى تەربىيىلەپ ئۆستۈردى.

نَبَّذَ يُنَبِّذُ تَنْبِيذًا: تاشلىدى.

نَبَّذَ التَّمْرَ أَوِ الْعِنَبَ: خورما ياكى ئۈزۈمدىن شاراب چىقاردى.

نَبَّضَ يُنَبِّضُ تَنْبِيضًا الْقَوْسَ أَوْ فِيْهِ: يانى مىدىراتتى.

نَبَّضَتْهُ الْحُمَّى: قىزىتما ئۇنى تىترىتىۋەتتى.

نَبَّطَ يُنَبِّطُ تَنْبِيطًا الْبِئْرَ: قۇدۇقنىڭ سۈيىنى چىقاردى، تارتتى.

نَبَّقَ يُنَبِّقُ تَنْبِيقًا الشَّيْئَ: كۆرۈندى، ئاشكارا بولدى.

نَبَّقَ الْكِتَابَ: كىتابنى رەتلىك يازدى.

نَبَّقَ الشَّجَرَ: دەرەخنى رەتلىك تىكتى.

نَبَّهَ يُنَبِّهُ تَنْبِيهًا — بِاسْمِهِ: ئۇنىڭ نامىنى چىقاردى.

نَبَّهَهُ مِنْ نَوْمِهِ: ئۇنى ئۇيقۇسىدىن ئويغاتتى.

نَبَّهَهُ عَلَى أَوْ إِلَى الْأَمْرِ: ۋاقىپلاندۇردى، ئۇقتۇردى، بىلدۈردى، ئاگاھلاندۇردى.

نَبَّهَ الرَّأْيَ الْعَامَّ: جامائەت پىكرىنى قوزغىدى.

نَبُوتٌ ج نَبَابِيتُ: كالتەك، توقماق، تاياق.

نَبَتَ يَنْبُتُ نَبْتًا وَ نَبَاتًا — الزَّرْعُ: زىرائەت ئۈندى، ئۆستى.

نَبَتَتِ الْأَرْضُ: يەردە ئۆسۈملۈك ئۆستى.

نَبَتَ يَنْبُتُ نَبْتَةً وَ نَبَاتًا الْإِنْسَانُ: ياش قۇرامىغا يەتتى، ۋايىغا يەتتى، توشتى، تولدى، يېتىلدى.

نَبَتَ فُلَانٌ فِي مَنْبِتِ صِدْقٍ: ياخشى ئېسىل ئائىلىدە ئۆستى.

نَبَتَ يَنْبُتُ نُبُوْتًا ثَدْيُ الْجَارِيَةِ: قىزنىڭ كۆكسى كۆتۈرۈلدى.

نَبْتٌ الْوَاحِدَةُ نَبْتَةٌ ج نُبُوتٌ: ئۆسۈملۈك.

«غَرَسَ فِي حَدِيْقَتِهِ نَبْتَةَ يَاسِمِيْنَ»: ئۇ باغىدا ياسمەن ئۆسۈملۈكىنى تىكتى.

نَبَثَ يَنْبُثُ نَبْثًا الْبِئْرَ: قۇدۇق قازدى، كولىدى،

ئويدى.

نَبَثَ الشَّيْءَ: ئاشكارىلىدى.

نَبَثَ عَنِ السِّرِّ أَوِ الْأَمْرِ: سىر ياكى ئىشنى ئىزدەپ ئاشكارىلىدى.

«فُلَانٌ يَنْبُثُ عَنْ عُيُوبِ النَّاسِ»: پالانى كىشىلەرنىڭ ئەيىبلىرىنى ئاچىدۇ، كولايدۇ.

نَبِثٌ ج أَنْبَاثٌ: ئىز، قالدۇق.

نَبَجَانٌ ج نِبَاجٌ: تەمەدىت، تەمەدىت سۆزلىرى.

نَبْجَةٌ: تۆپىلىك، ئېگىزلىك.

نَبَحَ يَنْبَحُ نَبْحًا وَ نُبَاحًا — الْكَلْبُ: ئىت هاۋشىدى.

«إِنَّ الْكِلَابَ تَنْبَحُ وَالْقَافِلَةُ تَسِيرُ»: ئىت هۈرەر، كاررۋان يۈرەر.

نَبَحَ الشَّاعِرُ: شائىر هەجۋىي قىلدى.

نَبَخَ يَنْبَخُ نُبُوخًا — العَجِينُ: خېمىر بولدى.

نَبْخٌ: هاۋشىماق.

نَبْخٌ، نَبَخٌ: قاپارتقۇ.

نَبْخَةٌ: سەرەڭگە، گۇگۇت.

نَبَذَ يَنْبِذُ نَبْذًا وَ نَبَذَانًا — الشَّيْءَ: تاشلىدى، ئېرغىتىپ تاشلىدى، چۆرىدى، ۋاز كەچتى.

نَبَذَ الْعَهْدَ: ئەهدىنى بۇزدى، ئەمەلدىن قالدۇردى.

﴿فَانْبِذْ إِلَيْهِمْ عَلَى سَوَاءٍ﴾ «قۇرئان»: مۇئاهەدىسىنى ئۇلارغا ئوچۇق-يورۇقلۇق بىلەن تاشلاپ بەرگىن.

نَبَذَ الْأَمْرَ: ئىشنى ئەمەلدىن قالدۇردى.

نَبَذَ الطَّاعَةَ: ئاسىيلىق قىلدى.

نَبْذٌ ج أَنْبَاذٌ: ئازغىنە، ئاز مىقداردا.

نُبْذَةٌ ج نُبَذٌ: كىچىك بىر پارچە، ئاز بىر بۆلۈك، قىسىم، بۆلۈم، ئورۇن؛ ماقالە، قىسقا مۇلاهىزە، قىسقا ئوبزور؛ بوغۇم، ئابزاس، پاراگراف.

نُبْذَةٌ عَنْ حَيَاتِهِ: ئۇنىڭ هاياتىدىن بىر قىسىم.

نُبْذَةٌ مِنْ كِتَابٍ: كىتابتىن بىر ئابزاس.

نُبْذَةٌ تَارِيخِيَّةٌ: تارىخىي پارچە.

ذَكَرَ نُبَذًا مِنْ خِطَابِهِ: نۇتقىدىن بۆلەكلەرنى تىلغا ئېلىپ ئۆتتى.

نَبَرَ يَنْبِرُ نَبْرًا: كۆتۈردى.

نَبَرَ الْمُغَنِّي: ناخشىچى ئاۋازىنى كۆتۈردى.

نَبَرَ الرَّجُلَ: كىشىنى ئەيىبلىدى.

نَبْرٌ: كۆتۈرمەك، توسىماق، چەكلىمەك، دۆشكەلىمەك.

نَبْرُ الصَّوْتِ: ئاۋازنى كۆتۈرمەك.

نِبْرٌ ج أَنْبَارٌ: ئامبار، ساك، ئىسكىلات؛ كۆكۈيۈن، كانا، پاكار، پەسكەش.

نِبْرَاسٌ ج نَبَارِيسُ: چىراغ، باتۇر، قەهرىمان، يولۋاس، نەيزىنىڭ ئۇچى.

إِتَّخَذَ مِنْهُ نِبْرَاسًا: ئۇنى ئۈلگە قىلدى.

نَبْرَةٌ ج نَبَرَاتٌ: ئۇرغۇ، ئۇششۇق.

أَعْرِفُهُ مِنْ نَبْرَةِ صَوْتِهِ: ئۇنىڭ ئاۋازىنىڭ ئۇرغۇسىدىن تونۇيمەن.

نُبْرَةٌ ج نُبَرٌ: چوڭ بىر كاپام.

نَبْرِيجٌ: رېزىنكە ناسوس، رېزىنكە تۇرۇبا.

نَبَزَ يَنْبِزُ نَبْزًا: لەقەم قويدى.

«نَبَزَهُ بِالْأَعْرَجِ»: ئۇنىڭغا توكۇر دەپ لەقەم قويدى.

نَبْزٌ ج أَنْبَازٌ: لەقەم.

نَبِزٌ: ئەسلى پەس، زاتى پەس، پەسكەش.

نُبَزَةٌ: كىشىلەرگە تولا لەقەم قويىدىغان ئادەم.

نَبَسَ يَنْبِسُ نَبْسًا — الشَّخْصُ: ئىككىي لېۋى مىدىرلاپ ئاستا سۆزلىدى، بۇ كۆپىنچە بولۇشسىز پېئىلدا قوللىنىلىدۇ.

«لَمْ يَنْبِسْ بِكَلِمَةٍ»: هېچ نەرسە سۆزلىمىدى، لام-جىم دېمىدى.

نَبَسَ السِّرَّ: سىر ساقلىدى.

مَا نَبَسَ بِبِنْتِ شَفَةٍ: ئېغىز ئاچمىدى، لام-جىم دېمىدى.

نَبَشَ يَنْبُشُ نَبْشًا: ئاچتى، ئاشكارىلىدى.
«نَبَشَ عَنِ الْكَنْزِ»: كاننى ئاچتى.
نَبَشَ السِّرَّ: سىرنى ئاشكارىلىدى.
نَبَشَ الْقَبْرَ: قەبرىنى كولىدى؛ كېپەن ئوغرىلىدى.
نَبَشَ الْحَدِيثَ: گەپ ئاختۇردى.
نَبَشَ الْجُثَّةَ مِنَ الْقَبْرِ: جەسەتنى قەبرىدىن كولاپ چىقاردى.
نَبَشَ لِعِيَالِهِ: تىرىكچىلىك قىلدى، تۇرمۇش كەچۈردى.
نَبْشٌ: قېزىپ تەكشۈرمەك.
نَبْشُ الأَسْرَارِ / نَبْشٌ عَنِ الأَسْرَارِ: سىرنى پاش قىلىش.
نَبَصَ يَنْبِصُ نَبْصًا الْغُلَامُ الْكَلْبَ: بالا ئىتنى ئىسقىرتىپ چاقىردى.
نَبَصَ الشَّعْرَ: چاچنى يۇگۈزلىدى.
نَبَصَ فِي الْمَجْلِسِ: يىغىندا سۆزلىدى.
مَا نَبَصَ بِكَلِمَةٍ أَوْ بِحَرْفٍ: لام-جىم دېمىدى.
نَبَصَةٌ: سۆز.
نَبَضَ يَنْبِضُ نَبْضًا وَ نَبَاضَانًا — الْعِرْقُ: تومۇر سوقتى.
«نَبَضَ الْقَلْبُ خَفِيفًا»: يۈرەك يەڭگىل سوقتى، مىدىرلىدى.
نَبَضَ الْوَتَرَ: تارنى تېز ھەرىكەتلەندۈردى، تېز چەكتى.
مَا دَامَ فِيهِ عِرْقٌ يَنْبِضُ: ھاياتلا بولىدىكەن، ئۆمۈر بويى.
مَا نَبَضَ لَهُ عِرْقٌ عَصَبِيَّةٌ: تەرەپبازلىق قىلمىدى.
نَبَضَ يَنْبُضُ نُبُوضًا الْمَاءُ: سۇ يەرگە سىڭىپ كەتتى.
نَبْضٌ: تومۇر.
جَسَّ الطَّبِيبُ نَبْضَ الْمَرِيضِ: دوختۇر كېسەلنىڭ تومۇرىنى تۇتتى.
فُلَانٌ نَبْضُ الْفُؤَادِ: پالانى زېرەك، چېچەن.

نُبْضَةٌ ج نُبَضَاتٌ: بىر قېتىم سوقۇش.
نَبَطَ يَنْبُطُ نَبْطًا وَنُبُوطًا الْمَاءُ: سۇ ئېتىلىپ چىقتى.
نَبَطَ الْبِئْرَ: قۇدۇقنىڭ سۈيىنى چىقاردى، تارتتى.
نَبَطَ الْعِلْمَ: ئىلىم تارقاتتى.
نَبَطَ الشَّيْءَ: نەرسىنى ئاشكارىلىدى.
نَبَطٌ ج أَنْبَاطٌ وَ نُبُوطٌ: سۇنىڭ چوڭقۇرلۇقى.
فُلَانٌ لَا يُدْرَكُ نَبَطُهُ: ئۇنىڭ سەۋىيىسىنىڭ چوڭقۇرلۇقىنى ئۆلچىگىلى بولمايدۇ.
نَبَطُ الْمَرْءِ: كىشىنىڭ ئىچكى سىرى.
نَبَعَ يَنْبَعُ نَبْعًا وَ نُبُوعًا وَ نَبَعَانًا الْمَاءُ وَنَحْوَهُ مِنَ الْأَرْضِ: سۇ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار يەردىن ئېتىلىپ چىقتى.
«نَبَعَ النِّفْطُ فِي الْجَنُوبِ»: جەنۇبتا نېفىت چىقتى.
«يَنْبُعُ الْعَرَقُ مِنَ الْجَبِينِ»: پېشانىدىن تەر چىقىۋاتىدۇ.
نَبْعٌ: بۇلاق، سۇنىڭ ئېتىلىپ چىقىشى.
فُلَانٌ صَلِيبُ النَّبْعِ: ئېگىلمەس، سۇنماس ئادەم.
نَبْعٌ مَعْدَنِيٌّ: مىنېرال بۇلاق.
هُوَ مِنْ نَبْعٍ كَرِيمٍ: ئۇنىڭ تېگى ئېسىل.
نَبَغَ يَنْبُغُ نُبُوغًا: كۆرۈندى، پەيدا بولدى، مەيدانغا كەلدى، يۈز بەردى، شەكىللەندى، نامايان بولدى، روشەن بولدى، كۆزگە كۆرۈندى.
«نَبَغَ فِي الرِّيَاضِيَاتِ»: ماتېماتىكىدا ئۇزۇپ چىقتى.
نَبَغَ الشَّخْصُ: ئۇستۇنلۇك قازاندى، ماھارەت ھاسىل قىلدى.
نَبَغَ فِي فَنِّهِ: ئۆز سەنئىتىدە ئۇستۇنلۇك قازاندى.
نَبَغَ فِي الْعِلْمِ: ئىلىمدە توشتى، يېتىلدى.
نَبَغَ الشَّرُّ: يامانلىق يامرىدى.
نُبُوغٌ: ئۇستۇنلۇك، ئەۋزەللىك.
نَبَقَ يَنْبُقُ نَبْقًا الشَّيْءُ: مەيدانغا چىقتى، ئاشكارا بولدى، كۆرۈندى.
نَبْقٌ نَبِقٌ: ياۋا چىلان، ئاكسىل دەرىخى.

نَبَكَ يَنْبُكُ نُبُوكًا الْمَكَانُ: جاي ئېگىز بولدى.

نَبَكَةٌ ج نَبَكٌ وَ نَبْكٌ وَ نِبَاكٌ وَ نُبُوكٌ: تۆپىلىك، دۆۋە، چوققا، كىچىك تاغ.

نَبَلَ يَنْبُلُ نَبْلًا الرَّجُلَ: كىشىنى ئوقيا بىلەن ئاتتى.

نَبَلَ الْهَدَفَ: نىشانغا ئاتتى.

نَبُلَ يَنْبُلُ نُبْلًا وَ نَبَالَةً الشَّخْصُ: ئېسىل بولدى، ياخشى بولدى.

نَبْلٌ: ئېسىل، ئالىيجاناب، زىرەك، چېچەن.

نُبْلٌ: ئالىيجانابلىق، ئېسىلزادىلىك، زىرەكلىك.

نَبْلَةٌ ج نِبَالٌ وَ نَبْلٌ: ئوق.

«أَمْطَرَهُ بِوَابِلٍ مِنَ النِّبَالِ»: ئۇنىڭ ئۈستىگە ئوق ياغدۇردى.

نُبْلَةٌ ج نُبْلَاتٌ: سوۋغا، سوۋغات، ئىنئام، ھەدىيە، تارتۇق.

نَبَهَ يَنْبُهُ وَ نَبُهَ يَنْبُهُ نَبَاهَةً: ئېسىل بولدى، ئالىيجاناب بولدى؛ مەشھۇر بولدى، داڭقى چىقتى.

«نَبُهَ الْعَالِمُ الْفُلَانِيُّ»: پالانى ئالىمنىڭ داڭقى چىقتى.

نَبِهَ يَنْبَهُ نَبَاهَةً: ئېسىل بولدى، ئالىيجاناب بولدى، مەشھۇر بولدى.

نَبِهَ نَبَهًا لِلْأَمْرِ: چۈشەندى، ئۇقتى، تۇيدى.

نَبِهَ نُبْهًا مِنْ نَوْمِهِ: ئۇيقۇسىدىن ئويغاندى.

نُبْهٌ: ئەقىل، زىرەكلىك، چېچەنلىك.

نَبِهٌ: ھوشيار، ئەقىللىق، زىرەك، چېچەن، ئېسىل، ئالىيجاناب، مۇنەۋۋەر، مەشھۇر.

نَبَهًا: دەل توغرا كېلىپ قېلىپ، تاسادىپىي.

وَجَدْتُ الضَّالَّةَ نَبَهًا: يىتىپ كەتكەن نەرسىنى تاسادىپىي تېپىۋالدىم.

نَبْوٌ: ئوقنىڭ نىشانغا تەگمەسلىكى.

نُبُوءَةٌ: ئاللاھنىڭ ۋەھيىنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈشى، پەيغەمبەرلىك؛ غايىبتىن خەۋەر بېرىش؛ ئالدىن ئېيتىپ بەرمەك، بېشارەت، مەلۇمات.

نُبُوءَةُ الْمُنَجِّمِينَ: مۇنەججىملەرنىڭ ئالدىن خەۋەر بېرىشى.

نَبْوَةٌ: دۆڭلۈك، چوققا.

«لِكُلِّ سَيْفٍ نَبْوَةٌ»: ھەرقانداق قىلىچنىڭ جايىغا تەگمەيدىغان چاغلىرى بولىدۇ.

نُبُوغٌ: ئەقىل-پاراسەت، زىرەكلىك، چېچەنلىك، ئۆتكۈرلۈك، تالانت، قابىلىيەت، ئۇستۇنلۇك، ئەۋزەللىك.

نُبُوٌّ: ئوقنىڭ نىشانغا تەگمەسلىكى.

نُبُوَّةٌ: غايىبتىن خەۋەر بېرىش، ئالدىن ئېيتىپ بېرىش، بېشارەت، مەلۇمات، ئاللاھنىڭ ۋەھيىنى ئىنسانلارغا يەتكۈزۈشى، پەيغەمبەرلىك.

﴿وَجَعَلْنَا فِي ذُرِّيَّتِهِمَا النُّبُوَّةَ وَالْكِتَابَ﴾ «قۇرئان»: پەيغەمبەرلىكنى ۋە كىتابنى ئۇلارنىڭ ئەۋلادىغا (ئاتا) قىلدۇق.

«رُؤْيَا الْمُؤْمِنِ جُزْءٌ مِنْ سِتَّةٍ وَ أَرْبَعِينَ جُزْءًا مِنَ النُّبُوَّةِ» «ھەدىيس»: مۇئمىننىڭ چۈشى پەيغەمبەرلىكنىڭ قىرىق ئالتە ھەسسىدىن بىر ھەسسىدۇر.

نَبَوِيٌّ: پەيغەمبەرلىك، پەيغەمبەرنىڭ.

«الْأَحَادِيثُ النَّبَوِيَّةُ»: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى (سۆزلىرى).

نَبِيءٌ نَبِيٌّ ج أَنْبِيَاءُ: پەيغەمبەر.

﴿يَا أَيُّهَا النَّبِيُّ إِنَّا أَرْسَلْنَاكَ شَاهِدًا وَمُبَشِّرًا وَنَذِيرًا﴾ «قۇرئان»: ئى پەيغەمبەر، سېنى بىز ھەقىقەتەن گۇۋاھچى، بېشارەتچى، ئاگاھلاندۇرغۇچى قىلىپ ئەۋەتتۇق.

نَبِيثٌ: كولانغان ئىز؛ ئەسكى، يامان، قولاق كەستى.

نَشَاطٌ: تېتىكلەشمەك، روھلانماق، جانلانماق.

نَشَاطٌ ج أَنْشِطَةٌ: ئىش، ھەرىكەت، پائالىيەت.

«لَهُ نَشَاطٌ زِرَاعِيٌّ»: ئۇ دېھقانچىلىق بىلەن شۇغۇللىنىدۇ.

«أَنْشِطَةُ الْمُؤَسَّسَةِ الْمُخْتَلِفَةِ»: شىركەت (كارخانا)نىڭ ھەر تۈرلۈك پائالىيەتلىرى.

«الْأَنْشِطَةُ التَّرْبَوِيَّةُ»: تەربىيىۋى پائالىيەتلەر.

«نَشَاطٌ اِجْتِمَاعِيٌّ»: ئىجتىمائىي پائالىيەت.

«نَشَاطٌ دِبْلُومَاسِيٌّ مُكَثَّفٌ»: قويۇق دىپلوماتىك پائالىيەت.

نَشَاطَاتٌ لَا شَرْعِيَّة: قانۇنسىز ھەرىكەتلەر.

نَشَأَ يَنْشَأُ نَشْئًا وَ نُشُوءًا وَ نَشْأَةً: پەيدا بولدى، يۈز بەردى، كېلىپ چىقتى، بارلىققا كەلدى، تۇغۇلدى.

نَشَأَ الصَّبِيّ: بالا ئۆسۈپ يېتىلدى.

«يَنْشَأُ الْبُخَارُ مِنَ الْحَرَارَةِ»: پار ئىسسىقلىقتىن ھاسىل بولىدۇ.

نَشَأَ الشَّخْصُ فِي بَنِي فُلَانٍ: پالانى جەمەتتە تەربىيىلىنىپ ئۆستى.

نَشْءٌ: پەيدا بولماق، ئۆسمەك، يېتىلمەك.

نَشْءٌ ج نَشَأٌ: ھايۋانلارنىڭ باللىرى، ئۆسمۈرلەر، ئەۋلاد، ئېگىز بولۇت.

هُوَ نَشَأُ سُوءٍ: ئۇ يامان ئائىلىدىن كېلىپ چىققان.

نَشْأَةٌ: ئۆسمەك، يۇمران ئۆسمۈرلۈك، تەربىيىلەنمەك.

نَشِبَ يَنْشَبُ نَشَبًا وَ نُشُوبًا: قوزغالدى، ئىلىندى.

«نَشِبَتِ الْحَرْبُ بَيْنَ الْجِيرَانِ»: قوشنىلار ئارىسىدا جەڭگى - جېدەل پەيدا بولدى.

«نَشِبَ الصَّيْدُ فِي الْحِبَالَةِ»: ئوۋ تۇزاققا ئىلىندى.

نَشَبٌ: قوزغالماق، ئىلىنماق، تۇرماق، كۆچمەس مۈلۈك، تۇراقلىق مۈلۈك، ئۆي - جاي مۈلۈك، مال - مۈلۈك، پۇل - مال.

«لَهُ نَسَبٌ وَ لَيْسَ لَهُ نَشَبٌ»: ئۇ ئۆزى ئېسىلزادە، ئەمما قولى قىسقا.

نَشَجَ يَنْشَجُ نَشْجًا وَ نَشِيجًا الْبَاكِي: بوقۇلداپ يىغلىدى، ئۆكسۈپ يىغلىدى، ئېسەدەپ يىغلىدى، ھۆكرەپ يىغلىدى.

نَشَجَتِ الْقِدْرُ: قازان پورۇقلاپ قاينىدى.

نَشَجٌ ج أَنْشَاجٌ: دەريا، ئېقىن.

نُشُجٌ ج أَنْشَاجٌ: خىرقىراش.

عَبْرَةٌ نُشُجٌ: ئۈن سېلىپ يىغلاش.

نَشَحَ يَنْشَحُ نَشْحًا وَ نُشُوحًا: ئازراق ئىچتى؛ قانغۇدەك ئىچتى.

نَشُوحٌ ج نُشُحٌ: ئازغىنە سۇ، مەست ئادەم.

نَشَدَ يَنْشُدُ نَشْدًا وَ نَشِيدًا وَ نِشْدَانًا: سۈرۈشتە قىلدى، ئىزدەندى، ئىستىدى، ئىنتىلدى.

«نَشَدَ ضَالَّتَهُ»: يوقالغان نەرسىنى ئىزدىدى.

نَشَدَ جَارَهُ لِمُسَاعَدَتِهِ: قوشنىسىدىن ياردەم تەلەپ قىلدى.

نَشَدَهُ كَذَا: ئەسلىدى، ياد ئەتتى.

نَشَدْتُكَ بِاللهِ أَنْ تُسَاعِدَنِي عَلَى قَضَاءِ حَاجَتِي: خۇدا ھەققى، مېنىڭ ھاجىتىمنىڭ راۋا بولۇشىغا ياردەم بېرىشىڭنى سورايمەن.

نَشَرَ يَنْشُرُ نَشْرًا الشَّيْءَ: ياي دى، تاراتتى، تىلدى.

«نَشَرَ الرَّاعِيُ غَنَمَهُ فِي الْمَرْعَى»: مالچى قويىنى ئوتلاققا قويۇۋەتتى.

«نَشَرَتِ الْمَرْأَةُ الثِّيَابَ الْمُبَلَّلَةَ»: ئايال ھۆل كىيىملەرنى يايدى.

نَشَرَ النَّجَّارُ الْخَشَبَ: ياغاچچى ياغاچنى تىلدى.

نَشَرَ الْعَلَمَ: بايراق چىقاردى.

نَشَرَ الْكِتَابَ: كىتاب نەشر قىلدى.

«نَشَرَ الشَّاعِرُ دِيْوَانَهُ»: شائىر توپلىمىنى نەشر قىلدۇردى.

نَشَرَتْ وِكَالَةُ الْأَنْبَاءِ خَبَرَ وَقْفِ الْقِتَالِ: ئاخبارات

ئاكىنلىقى ئۇرۇش تۇختىتىش خەۋىرىنى ئاڭلاتتى.
نَشَرَ يَنْشُرُ نُشُورًا الْأَرْضُ: (باھاردا) زېمىن يېشىللىققا پۈركەندى.
نَشَرَ الشَّجَرُ: دەرەخ يوپۇرماق چىقاردى.
نَشَرَ اللهُ الْمَوْتَى: ئاللاھ ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈردى.
نَشْرٌ: يايماق، تاراتماق، ھەرىدىمەك، يارماق، تارقاتماق، نەشر قىلماق.
دَارُ النَّشْرِ: نەشرىيات.
يَوْمُ النَّشْرِ: قىيامەت كۈنى.
جَاءَ الْقَوْمُ نَشْرًا: قوۋم تارقاق كەلدى.
نَشْرَةٌ ج نَشَرَاتٌ: يايماق، تاراتماق؛ ئۇقتۇرۇش.
«نَشْرَةٌ إِخْبَارِيَّةٌ»: خەۋەرلەندۈرۈش، ئۇقتۇرۇش.
«نَشْرَةٌ جَوِّيَّةٌ»: ھاۋا رايىدىن ئالدىن مەلۇمات بېرىش.
«نَشْرَةٌ دَاخِلِيَّةٌ»: ئىچكى ئۇقتۇرۇش.
نَشْرَةُ الْأَسْعَارِ: مال باھا ئېلانى.
نَشَزَ يَنْشُزُ / يَنْشِزُ نَشْزًا وَ نُشُوزًا: كۆپتى، ئۆرلەدى، تومپايدى، كۆتۈرۈلدى.
«نَشَزَ الْعِرْقُ»: تومۇر كۆپتى.
نَشَزَ الشَّيْءُ: ئادەتتىن تاشقىرى بولدى، كۆڭۈلسىز بولدى.
نَشَزَ اللَّحْنُ عَنْ ذَوْقِ الْجَمَاعَةِ: ئاھاڭ كۆپچىلىككە ياقمىدى.
نَشْزٌ: ئېگىزلىك، دۆڭ.
نَشَّ يَنُشُّ نَشًّا الدَّابَّةَ: ئۇلاغنى ئاستا ھەيدىدى.
نَشَّ الذُّبَابَ: چىۋىن قورۇدى.
نَشَّ يَنِشُّ نَشًّا وَ نَشِيشًا: قورۇدى.
«نَشَّتِ الْقِدْرُ»: قازان قورۇپ قالدى.
«نَشَّ الرُّطَبُ»: يېشىل ئۇتلاق قورۇپ كەتتى.
نَشَّ اللَّحْمُ: ساپلىقتىكى گۆش گاژ-گۇژ قىلدى.
نَشَّأَ يُنَشِّئُ تَنْشِئَةً: تەربىيىلىدى.

«نَشَّأَهُ عَلَى الْبِرِّ وَالتَّقْوَى»: ئۇنى ياخشىلىق ۋە تەقۋالىق ئاساسىدا تەربىيىلىدى.
نَشَّابٌ ج نَشَّابَةٌ: قورغىلاچى، ئوق ياسىغۇچى، ئوق ئاتقۇچى، مەرگەن.
نُشَّابٌ ج نَشَاشِيبُ: ئوقيا ئوقى.
«تَرَامَوْا بِالنَّشَاشِيبِ»: ئۇلار ئوقيا ئېتىشتى.
نَشَّارُ الْخَشَبِ: ياغاچ تىلغۇچى، شال تىلغۇچى.
نَشَّافٌ: سىياھ سۈمۈرىدىغان قەغەز، تازىلىق قەغىزى.
نَشَّافَةٌ ج نَشَّافَاتٌ: لۆككە.
نَشَّالٌ ج نَشَّالُونَ: يانچۇقچى، بۇلاڭچى.
نَشَّرَ يُنَشِّرُ تَنْشِيرًا: يايدى، تاراتتى، نەشر قىلدى.
نَشَّطَ يُنَشِّطُ تَنْشِيطًا: تېتىكلەشتۈردى، روھلاندۇردى، جانلاندۇردى.
«نَشَّطَ الْمُعَلِّمُ تَلَامِيذَهُ»: ئوقۇتقۇچى ئوقۇغۇچىلىرىنى روھلاندۇردى.
نَشَّطَ الْحَبْلَ: چەگدى، باغلىدى.
نَشَّفَ يُنَشِّفُ تَنْشِيفًا: ئېرتتى، سۈرتتى قۇرۇتتى.
«نَشَّفَ عَرَقَهُ»: تېرىنى ئېرتتى.
«نَشَّفَ جِسْمَهُ»: بەدەننى سۈرتتى.
نَشَّمَ اللَّحْمُ: گۆش پۇراپ قالدى.
نَشَّمَ فِيهِ: تىللىدى، ئەيىبلىدى.
نَشَّمَ اللهُ ذِكْرَ فُلَانٍ: ئاللاھ ئۇنىڭ نامىنى ئۇلۇغ قىلدى.
نَشَّى يُنَشِّي تَنْشِيَةً الْقُمَاشَ: رەختنى كراخماللىدى، پاتلىدى.
نَشَصَ يَنْشِصُ نُشُوصًا: كۆتۈرۈلدى.
نَشَصَ السَّحَابُ فِي السَّمَاءِ: بۇلۇت ئاسمانغا كۆتۈرۈلدى.
نَشَطَ يَنْشِطُ نَشْطًا الْحَبْلَ: ئارغامچىغا تۈگۈن چېگدى.
نَشِطَ يَنْشَطُ نَشَاطًا: تېتىك بولدى، روھلۇق

بولدى، جانلىق بولدى.

نَشِطَ مِنْ عِقالِهِ: چۈشەكتىن بوشاندى.

نَشِطَ فِي إِدارَةِ الْمَشْرُوعِ: بىلاننى ئورۇنلاشتا خۇشاللاندى.

نَشَغَ يَنْشَغُ نَشْغًا: ئىسەدەپ يىغلىدى.

نَشَغَتِ الْأَرْضُ: زېمىن سىڭسىق سۇ چىقاردى.

نَشَغَ الشَّيْءَ: تارتىۋالدى، بۇلۇۋالدى.

نَشَغَ الطِّيبَ: پۇرىدى.

نَشَغَ الْكَلامَ: ئېغىزاكى تارقاتتى.

نَشَغَ الدَّواءَ: دورا ئىچكۈزدى.

نَشَغَ الْماءَ: سۇ تەپچىرىدى.

نَشْغٌ: پالچىلىق ھەققى.

نَشَغَ يَنْشَغُ نَشْغًا: — الْماءَ: سۇ ئاقتى.

نَشَغَ الْماءَ: سۇنى قوچۇشلاپ ئىچتى.

نَشْغَةٌ ج نَشَغاتٌ: ئۆھ تارتىش.

نَشَفَ يَنْشُفُ نَشْفًا: قۇرۇدى.

«نَشَفَ الثَّوْبُ»: كىيىم قۇرۇدى.

«نَشِفَتِ الْأَرْضُ»: يەر قۇرۇدى.

نَشِفَ يَنْشَفُ نَشْفًا و نَشَفًا: قۇرۇدى.

«نَشِفَتِ الْأَرْضُ»: يەر قۇرۇدى.

«نَشِفَتِ الْبِئْرُ»: قۇدۇق قۇرۇپ كەتتى.

نَشِقَ يَنْشَقُ نَشْقًا و نَشَقًا الرّائِحَةَ: پۇرىدى.

نَشَلَ يَنْشُلُ نَشْلًا: تېز تارتىۋالدى، بۇلىدى، ئوغرىلىدى، چىقاردى، قۇتقۇزدى.

«نَشَلَ السّارِقُ عِقْدَ السَّيِّدَةِ»: ئوغرى خانىمنىڭ بويۇنچىقىنى بۇلىدى.

«نَشَلَ النُّقُودَ مِنْ جَيْبِهِ»: ئۇنىڭ يانچۇقىدىن پۇل ئوغرىلىدى.

نَشَلَ الْخاتَمَ: ئۈزۈكنى چىقىرىۋالدى.

نَشَلَ اللَّحْمَ: گۆشنى قازاندىن ئالدى.

نَشَلَ الْغَرِيقَ: سۇغا غەرق بولغاننى قۇتقۇزدى.

نَشِمَ يَنْشَمُ نَشَمًا الثَّوْرُ: ئۆكۈز ئالا بولدى.

نَشِمَ الشَّيْءُ: نەرسە پۇراپ قالدى.

نَشْنَشَ يُنَشْنِشُ نَشْنَشَةً: قازان پورۇقلاپ قاينىدى.

نَشْنَشَ الشَّيْءَ: ئىتتىردى، قاتتىق ئىتتىردى.

نَشْنَشَ الدّابَّةَ: ئۇلاغنى ھەيدىدى.

نَشْنَشٌ: قولى ئەپلىك.

نَشْوانٌ م نَشْوَى ج نَشاوَى نشوى: مەست.

نَشْوٌ نَشْوَةٌ: مەستلىك.

نَشْوَةُ الْإِنْتِصارِ: غەلىبە خۇشاللىقى.

نَشْوَةُ الطَّرَبِ: خۇشاللىق مەستلىكى.

نَشْوَةُ النَّجاحِ: غەلىبە مەستلىكى.

نُشُوءٌ: پەيدا بولماق، ئۆسمەك.

«مَذْهَبُ النُّشُوءِ وَالْإِرْتِقاءِ»: تەدرىجىي تەرەققىيات نەزەرىيىسى.

نُشُورٌ: ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرمەك.

يَوْمُ النُّشُورِ: قىيامەت كۈنى.

﴿وَإِلَيْهِ النُّشُورُ﴾ «قۇرئان»: سىلەر تىرىلگەندىن كېيىن ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلىسىلەر.

نُشُوزٌ: كۆڭۈلسىز بولماق.

﴿وَإِنِ امْرَأَةٌ خافَتْ مِنْ بَعْلِها نُشُوزًا أَوْ إِعْراضًا فَلا جُناحَ عَلَيْهِما أَنْ يُصْلِحا بَيْنَهُما صُلْحًا﴾ «قۇرئان»: ئەگەر بىرەر ئايال ئېرىنىڭ كۆڭۈلسىز بولۇشىدىن ياكى يۈز ئۆرۈشىدىن ئەندىشە قىلسا، ئۇلارنىڭ ئۆزئارا كېلىشىشى ھېچ گۇناھ ئەمەس.

نَشُوغٌ: ناس، ناسىۋال.

نَشَوِيٌّ: كراخمال.

مَوادٌّ نَشَوِيَّةٌ: كراخماللىق ماددىلار.

نَشِيَ يَنْشَى نَشْوًا وَ نَشْوَةً: مەست بولدى.

نَشِيَ بِالشَّيْءِ: ياقتۇردى

«نَشِيَتْ بِشِعْرِ الْمَجْنُونِ الْغَزَلِيِّ»: مەجنۇننىڭ لىرىكىلىرىنى ياقتۇرۇپ كەتتى.

نَشِيجٌ: بۇقۇلداپ يىغلاش، ئۆكسۈپ يىغلاش.

نَشِيدٌ ج أَنَاشِيدُ: ناخشا، قوشاق، غەزەل.

«نَشِيدٌ وَطَنِيٌّ»: دۆلەت شېئىرى.

«نَشِيدٌ عَسْكَرِيٌّ»: ھەربىي ئوركېستىر.

النَّشِيدُ الْأُمَمِيُّ: ئىنتېرناتسىئونال شېئىرى.

نَشِيزٌ: ئاياللارنىڭ ئۆيى ئىچىدە كىيىدىغان كىيىمى، كېچىلىك كىيىم، ئۇخلاش كىيىمى.

نَشِيشٌ: قورۇماق، قايناۋاتقان سۇنىڭ قاينىغان ئاۋازى.

نَشِيطٌ ج نِشَاطٌ وَ نُشَطَاءُ: ئېتىك، روھلۇق.

«طَالِبٌ نَشِيطٌ»: روھلۇق ئوقۇغۇچى.

نَشِيطَةٌ: ئېتىك، جانلىق، جەڭگاھقا يېتىپ بېرىشتىن بۇرۇن ئېلىنغان ئولجا.

نَصَا يَنْصُو نَصْوًا: كوكۇلىسىدىن تۇتۇۋالدى.

نِصَابٌ ج نُصُبٌ: ئەسلى، يىلتىز، كۆن پاتىدىغان جاي، نەرسىنىڭ باشلىنىشى.

نِصَابُ السِّكِّينِ: پىچاقنىڭ دەستىسى.

نِصَابٌ مِنَ الْمَالِ: زاكات كېلىدىغان ئۆلچەم.

«رَجَعَ الْأَمْرُ إِلَى نِصَابِهِ»: ئىش ئەسلىگە قايتتى.

حَضَرَ النِّصَابُ الْقَانُونِيُّ مِنَ الْمُشْتَرِكِينَ فِي الْجَمْعِيَّةِ: جەمئىيەتكە قاتناشقۇچىلارنىڭ قانۇندا بەلگىلەنگەن سانى توشتى.

لِعَدَمِ اكْتِمَالِ النِّصَابِ أُرْجِئَ التَّصْوِيتُ عَلَى الْمَشْرُوعِ: سان توشمىغانلىقى ئۈچۈن لايىھىنى ئاۋازغا قويۇش ئارقىغا سۈرۈلدى.

نَصَبَ يَنْصِبُ نَصْبًا: تىكلىدى، كۆتۈردى، ئورناتتى، ئۆستۈردى.

«نَصَبَ الْعَلَمَ»: بايراق كۆتۈردى، تىكلىدى.

«نَصَبَ الْبَابَ»: ئىشىك ئورناتتى.

«نَصَبَ مِدْفَعًا»: توپ-زەمبىرەكنى تىكلىدى.

نَصَبَ الشَّجَرَةَ: دەرەخ تىكتى.

نَصَبَ الرَّئِيسُ فُلَانًا: رەئىس پالاننى مەنسەپكە قويدى.

نَصَبَ عَلَيْهِ: ھىيلە ئىشلەتتى.

نَصَبَ لَهُ حَرْبًا: ئۇنىڭغا ئۇرۇش ئاچتى.

نَصَبَ لَهُ الْعِدَاءَ: دۈشمەنلەشتى.

نَصَبَ لَهُ فَخًّا: ئۇنىڭغا قىلتاق قويدى.

نَصَبَ نَفْسَهُ لِمُسَاعَدَةِ الْيَتَامَى: يېتىملەرگە ياردەم بېرىشكە ئۆزىنى ئاتىدى.

نَصِبَ يَنْصَبُ نَصَبًا: ھاردى، چارچىدى.

«نَصِبَ الْعَامِلُ يَوْمَ اشْتِدَادِ الْحَرِّ»: ئىسسىق قاتتىق بولغان كۈنى ئىشچى چارچىدى.

نَصِبَ فِي الْأَمْرِ: تىرىشتى.

﴿فَإِذَا فَرَغْتَ فَانْصَبْ﴾ «قرآن»: (ئى مۇھەممەد! دەۋەتتىن) بوشىغان چېغىڭدا (ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا تىرىشقىن.

نَصْبٌ: تىكلىمەك؛ تىكلەنگەن بايراق؛ ھېيلىگەرلىك؛ خەت يېزىلغان قەبرە تېشى.

نَصْبٌ تَذْكَارِيٌّ: خاتىرە مۇنارىسى.

نُصْبٌ: تىكلەنگەن؛ يامانلىق، بالا.

﴿إِذْ نَادَى رَبَّهُ أَنِّي مَسَّنِيَ الشَّيْطَانُ بِنُصْبٍ وَعَذَابٍ﴾ «قرآن»: ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەردىگارىغا (ئىلتىجا قىلىپ): «شەيتان ماڭا ھەقىقەتەن جاپا-مۇشەققەت ۋە ئازاب يەتكۈزدى»، دەپ نىدا قىلدى.

نُصْبٌ / نَصْبٌ ج أَنْصَابٌ: چوقۇنۇش ئۈچۈن تىكلەنگەن تاش.

﴿إِنَّمَا الْخَمْرُ وَالْمَيْسِرُ وَالْأَنْصَابُ وَالْأَزْلَامُ رِجْسٌ مِنْ عَمَلِ الشَّيْطَانِ﴾ «قرآن»: ھاراق ئىچىش، قىمار ئويناش، بۇتلار (چوقۇنۇش ئۈچۈن تىكلەنگەن تاشلار)غا چوقۇنۇش، پال ئوقلىرى بىلەن پال سېلىش شەيتاننىڭ ئىشى، پاسكىنا قىلمىشلاردۇر.

نُصْبَةٌ ج نُصْبٌ: يول بەلگىسى.

نَصَتَ يَنْصِتُ نَصْتًا الشَّخْصَ لَهُ: ئۇنىڭغا قۇلاق

سېلىپ جىم تۇردى.

«يَنْصِتُ لِنَصَائِحِ جَدِّهِ»: بوۋىسىنىڭ نەسىھەتلىرىنى جىم تۇرۇپ ئاڭلايدۇ.

نَصَحَ يَنْصَحُ نَصْحًا وَ نُصُوحًا وَ نَصَاحَةً: نەسىھەت قىلدى، مەسلىھەت بەردى.

نَصَحَتْ تَوْبَتُهُ: ئۇنىڭ تەۋبىسى سەممىي بولدى.

نَصَحَ لَهُ الْوُدَّ: ئۇنىڭغا سەممىي دوستلۇق ئىزھار قىلدى.

نَصَرَ يَنْصُرُ نَصْرًا وَ نُصْرَةً: ياردەم قىلدى.

«نَصَرَ الْمَظْلُومَ»: ئېزىلگۈچىگە ياردەم قىلدى.

نَصَرَهُ مِنْهُ: قۇتقۇزدى.

نَصْرٌ: ياردەم قىلماق، غەلىبە؛ ياردەم قىلغۇچى، بولۇشقۇچى.

«رَجُلٌ نَصْرٌ»: ياردەم قىلغۇچى ئادەم.

«قَوْمٌ نَصْرٌ»: ياردەم قىلغۇچى كىشىلەر.

كَانَ النَّصْرُ حَلِيفَهُ وَالْفَوْزُ أَلِيفَهُ: غەلىبە ئۇنىڭ ئىتتىپاقداشى، مۇۋەپپەقىيەت ئۇنىڭ ئۈلپەتدىشى بولدى.

نَصْرَانِيٌّ نَصْرَانِيَّةٌ ج نَصَارَى: ناسارا، خرىستىئان.

﴿وَقَالَتِ النَّصَارَى الْمَسِيحُ ابْنُ اللّٰهِ﴾ «قۇرئان»: ناسارالار: «مەسىھ (يەنى، ئىيسا) ئاللاھنىڭ ئوغلىدۇر» ، دېدى.

نَصْرَانِيَّةٌ: خرىستىئان دىنى.

نُصْرَةٌ: ياردەم، ياردەم قىلماق.

نَصَّ يَنُصُّ نَصًّا الْحَدِيثَ: ھەدىسنىڭ سەنەدىنى بايان قىلدى.

نَصَّ الرِّسَالَةَ: يېزىپ چىقتى، تەييارلىدى.

نَصَّ الرَّجُلَ: تەكتىنى سۈرۈشتۈردى، سۈرۈشتۈرۈپ بىلدى.

نَصَّهُ عَلَى كَذَا: بەلگىلىدى.

نَصٌّ ج نُصُوصٌ: ئەسلىي تېكىست.

نَصُّ الْكِتَابِ: كىتابنىڭ ئەسلىي نۇسخىسى، ئەسلىي تېكىستى، ئورىگىنال.

وَثِيقَةٌ بِنَصِّهَا الْحَرْفِيِّ: سۆزمۇسۆز ئېلىنغان ھۆججەت.

تُرْجِمَ الْكَلَامُ نَصًّا وَ رُوحًا: سۆز تېكىستى ۋە مەزمۇن بويىچە تەرجىمە قىلىندى.

بَلَغَ مِنَ الْأَمْرِ نَصَّهُ: ئىش چېكىگە يەتتى.

النَّصُّ: قۇرئان ۋە ھەدىس.

لَا اِجْتِهَادَ مَعَ النَّصِّ: قۇرئان ۋە ھەدىستىن ئاساس بار يەردە ئىجتىھاتقا يول يوق.

مُخْتَارَاتٌ مِنْ نُصُوصٍ أَدَبِيَّةٍ: ئەدەبىي تاللانمىلار.

نَصَّابٌ ج نَصَّابُونَ: ئالدامچى، ھىيلىگەر.

نَصَّبَ يُنَصِّبُ تَنْصِيبًا: كۆتۈردى، تىكتى.

«نَصَّبَ الْخَيْمَةَ»: چېدىر تىكتى.

نَصَّبَ الشَّخْصَ: مەنسەپكە ئۆستۈردى.

«نَصَّبَ الْوَزِيرُ الْمُدِيرَ الْجَدِيدَ»: مىنىستىر يېڭى مۇدىر بەلگىلىدى.

نَصَّرَ يُنَصِّرُ تَنْصِيرًا الشَّخْصَ: خرىستىئانلاشتۇردى.

«حَتَّى يَكُونُ أَبَوَاهُ هُمَا اللَّذَانِ يُهَوِّدَانِهِ أَوْ يُنَصِّرَانِهِ» «حديث»: تاكى ئۇ بالىنىڭ ئاتا-ئانىسى ئۇنى يەھۇدىي قىلىپ چىقىدۇ ياكى ناسارا قىلىپ چىقىدۇ.

نَصَّصَ يُنَصِّصُ تَنْصِيصًا الْمَتَاعَ: دۆۋىلىدى، توپلىدى، يىغدى، ئۈستى-ئۈستىگە قويدى.

نَصَّفَ يُنَصِّفُ تَنْصِيفًا النَّهَارُ: چۈش بولدى، كۈن تىكلەشتى.

نَصَّفَ النَّخْلُ: خورما ئالا بولدى.

نَصَّفَ الرَّجُلُ: ئادەم ئوتتۇرا ياش بولدى.

نَصَعَ يَنْصَعُ نُصُوعًا وَ نَصَاعَةً: ئوچۇق بولدى، ئاشكارا بولدى.

«نَصَعَ لَوْنُهُ»: ئۇنىڭ رەڭگى سۈزۈك بولدى.

«نَصَعَ الْأَمْرُ»: ئىش ئايدىڭلاشتى.

«نَصَعَ الْحَقُّ»: ھەقىقەت ئايدىڭلاشتى.

نَصَعَ بِالْحَقِّ: ھەقنى ئېتىراپ قىلىپ ئۇنى ئادا

قىلدى.

نَصَفَ يَنْصُفُ نَصْفًا وَ نُصُوفًا النَّهَارُ: چىڭقى چۈش بولدى، كۈن تىكلەشتى.

نَصَفَ الشَّيْءَ نَصْفًا: نەرسىنىڭ يېرىمىغا يەتتى.

«نَصَفَ الشَّيْبُ رَأْسَهُ»: ئۇ چارباش بولدى.

«نَصَفَ الْكِتَابَ»: كىتابنىڭ يېرىمىغا كەلدى.

نَصَفَ الشَّيْءَ: نەرسىنى ئىككى بۆلدى.

«نَصَفَ النُّقُودَ بَيْنَهُمَا»: پۇلنى ئۇ ئىككىيلەنگە تەڭ بۆلۈپ بەردى.

نَصَفٌ ج أَنْصَافٌ وَ نُصُفٌ: ئوتتۇرا ياش.

«رَجُلٌ نَصَفٌ»: ئوتتۇرا ياش ئەر.

«اِمْرَأَةٌ نَصَفٌ»: ئوتتۇرا ياش ئايال.

نِصْفٌ نُصْفٌ نَصْفٌ ج أَنْصَافٌ: يېرىم، ئىچى، ئوتتۇرىسى.

«رَجُلٌ نِصْفٌ»: ئوتتۇراھال ئادەم.

«اِمْرَأَةٌ نِصْفٌ»: ئوتتۇراھال ئايال.

«نِصْفُ رَغِيفٌ»: يېرىم توقاچ، يېرىم نان.

«نِصْفُ رَاتِبٌ»: يېرىم مائاش.

«نِصْفُ نَهَارٍ»: يېرىم كۈن، چۈش ۋاقتى.

«نِصْفُ سَنَوِيٌّ»: يېرىم يىللىق.

«نِصْفُ دَائِرَةٌ»: يېرىم چەمبەر.

نِصْفُ دَائِرِيٌّ: يېرىم چەمبەر.

نِصْفُ أُسْبُوعِيٌّ: يېرىم ھەپتىلىك.

نِصْفُ سَاعَةٍ: يېرىم سائەت.

﴿وَإِنْ كَانَتْ وَاحِدَةً فَلَهَا النِّصْفُ﴾ «قۇرئان»: ئەگەر (ۋارىس) بىر قىز بولىدىغان بولسا، ئۇنىڭغا مىراسنىڭ يېرىمى تېگىدۇ.

نِصْفُ شَهْرِيٌّ: يېرىم ئايلىق.

نِصْفُ قُطْرٍ: رادىئۇس.

نِصْفُ الْكُرَةِ: يېرىم شار.

نِصْفُ عُرْيَانٍ: يېرىم يالىڭاچ.

نِصْفُ اللَّيْلِ: يېرىم كېچە، تۈن نىسپى.

نِصْفُ الرَّبِيعِ: باھار ئوتتۇرىسى.

نِصْفُ الطَّرِيقِ: يېرىم يول.

مَجَلَّةٌ نِصْفُ شَهْرِيَّةٍ: يېرىم ئايلىق ژۇرنال.

نِظَامُ نِصْفِ دِرَاسَةٍ وَ نِصْفِ عَمَلٍ: يېرىم كۈن ئوقۇپ، يېرىم كۈن ئىشلەش تۈزۈمى.

بَيْضٌ نِصْفُ سِلْقٍ: يېرىمى ئىلىتىلغان تۇخۇم.

نِصْفِيٌّ: يېرىم، يېرىمى.

شَلَلٌ نِصْفِيٌّ: يېرىم پالەچ.

تِمْثَالٌ نِصْفِيٌّ: يېرىم ھەيكەل.

نَصَلَ يَنْصُلُ نَصْلًا وَ نُصُولًا: ئۆڭدى.

«نَصَلَ لَوْنُ الثَّوْبِ»: كىيىمنىڭ رەڭگى ئۆڭدى.

نَصَلَ السَّهْمَ وَالرُّمْحَ وَنَحْوَهُمَا: نەيزىگە تىغ بېكىتتى.

نَصَلَ صَاغِرًا بِحَقِّ فُلَانٍ: پالانىنىڭ ھەققىنى مەجبۇرىي قايتۇردى.

نَصْلٌ: ئۆڭمەك.

نَصْلٌ ج نِصَالٌ و أَنْصُلٌ وَ نُصُولٌ: نەيزە، ئوق ۋە پىچاق قاتارلىقلارنىڭ تىغى، ئۇچى.

نَصُوحٌ: سەمىمىي، راستچىل.

«شَيْخٌ نَصُوحٌ»: سەمىمىي بوۋاي.

تَوْبَةٌ نَصُوحٌ: سەمىمىي تەۋبە.

نَصِيبٌ ج أَنْصِبَاءُ و أَنْصِبَةٌ وَ نُصُبٌ: نېسىۋە، ئۈلۈش، ھەسسە.

«نَصِيبُهُ مِنَ الرِّبْحِ»: پايدىدىن ئۇنىڭ ئۈلۈشى.

«نَصِيبُهُ مِنَ الْمَسْؤُولِيَّةِ»: ئۇنىڭ بىر كىشىلىك مەسئۇلىيىتى.

كَانَتِ الدَّارُ نَصِيبَهُ مِنْ مِيْرَاثِ وَالِدِهِ: قورۇ ئاتىسىنىڭ مىراسىدىن ئۇنىڭ ھەسسىگە چۈشتى.

نَصِيحَةٌ ج نَصَائِحُ: نەسىھەت.

«اِتَّبِعْ نَصَائِحَهُ»: ئۇنىڭ نەسىھەتلىرىگە ئەمەل قىلغىن.

«طِبْقَ نَصِيحَتِهِ»: ئۇنىڭ نەسىھەتى بويىچە.

مَاانْفَكَّ يُسْدِي إِلَيْهِ نَصَائِحَهُ: ئۇنىڭغا ھارماي نەسىھەت قىلدى.

نَصِيرٌ ج نُصَرَاءُ وَ أَنْصَارٌ: ياردەمچى.

﴿ثُمَّ لَا يَجِدُونَ وَلِيّاً وَلَا نَصِيراً﴾ «قرآن»: ئاندىن (ئۇلار) ھېچ ئىگە ۋە ياردەمچى تاپالمايتتى.

نَصِيفٌ: يېرىم، ئوتتۇرا.

«هُوَ فِي نَصِيفِ عُمْرِهِ»: ئۇ يېرىم ئۆمرىدە، ئوتتۇرا ياشتا.

نَصِيفٌ ج أَنْصِفَةٌ: رومال، سەللە.

نَصِيفٌ نُصَفَاءُ: خادىم، خىزمەتچى، مۇلازىم.

نَضَا يَنْضُو نَضْوًا: سۇغاردى، چىقىرىۋالدى.

نَضَا الثَّوْبَ: كىيىمنى سېلىۋەتتى.

نُضَارٌ: ساپ، خالىس؛ ئالتۇن.

«ذَهَبٌ نُضَارٌ»: ساپ ئالتۇن.

نَضَاضَةٌ ج نَضَاضٌ ونَضَائِضُ: ئازغىنە نەرسە.

نَضَافَةٌ: تازىلىق، پاكىزلىق.

نِضَالٌ: كۈرەش، كۈرەش قىلىش.

«نِضَالٌ مِنَ أَجْلِ الْحُرِّيَّةِ»: ئەركىنلىك ئۈچۈن كۈرەش قىلماق.

«فِي نِضَالٍ مَعَ الْفَقْرِ»: كەمبەغەللىك بىلەن كۈرەشمەكتە.

«نِضَالٌ مُسَلَّحٌ»: قوراللىق كۈرەش.

«نِضَالٌ سِيَاسِيٌّ»: سىياسىي كۈرەش.

بُؤْرَةُ النِّضَالِ: كۈرەشنىڭ مەركىزىي نۇقتىسى.

نَضَبَ يَنْضِبُ نُضُوبًا الْمَاءُ: سۇ يەرگە سىڭىپ كەتتى.

نَضَبَ الْمَكَانُ: جاي يىراق بولدى.

نَضَبَتِ النَّاقَةُ: تۆگىنىڭ سۈتى ئازلاپ كەتتى.

نَضَبَ عُمْرُهُ: ئۆلدى، ۋاپات بولدى.

نَضَبَ مَاءُ وَجْهِهِ: ئۇيالمىدى.

لَا يَنْضُبُ مَعِينُهُ: ئۇنىڭ ئاتاسى تۈگىمەيدۇ.

نَضِجَ يَنْضَجُ نُضْجًا الشَّيْءُ: پىشتى.

«نَضِجَ الْبُرْتُقَالُ»: ئاپېلسىن پىشتى.

«نَضِجَ اللَّحْمُ»: گۆش پىشتى.

نَضِجَ الرَّأْيُ: پىكىر پۇختا بولدى.

نَضِجَتْ مَدَارِكُ هَذَا الشَّبَابِ: بۇ يىگىتنىڭ ئەقىل-ئىدراكى پىشىپ يېتىلدى.

نُضْجٌ: پىشىپ يېتىلىش، پىشىپ مەي بولۇپ كېتىش.

«نُضْجٌ سِيَاسِيٌّ»: سىياسىي جەھەتتىن پىشىپ يېتىلىش.

نَضَحَ يَنْضَحُ نَضْحًا الشَّيْءُ: ئاقتى، سىرغىدى، تەپچىرىدى.

«نَضَحَ الْإِنَاءُ بِمَا فِيهِ»: قاچا تەپچىرىدى.

نَضَحَتِ الْعَيْنُ: كۆزدىن ياش ئاقتى.

نَضَحَ الثَّوْبَ وَ نَحْوَهُ: كىيىمگە سۇ ياكى خۇشبۇي نەرسە چاچتى، پۈركىدى، سەپتى.

نَضَحَتَاالسَّمَاءُ: ئاسماندىن بىرگە يامغۇر ياغدۇرۇپ بەردى.

نَضَخَ يَنْضَخُ نَضْخًا وَ نُضُوخًا الْمَاءُ: سۇ ئېتىلىپ چىقتى، بۇلدۇقلاپ چىقتى، قايناپ چىقتى.

نَضَخَ الشَّيْءَ: نەرسىگە سۇ سەپتى، چاچتى، پۈركىدى، نەمدىدى.

نَضْخٌ: سۇ ئېتىلىپ چىقماق، قايناپ چىقماق، سۇ سەپمەك، چاچماق، پۈركىمەك.

نَضَدَ يَنْضُدُ نَضْدًا: تىزدى.

«نَضَدَ الْعِقْدَ»: مارجاننى تىزدى.

نَضَّدَ يُنَضِّدُ تَنْضِيدًا الْمَتَاعَ: مالنى رەتلەپ تىزدى.

نَضَّدَ أَحْرُفَ الطِّبَاعَةِ: باسما ھەرپلىرىنى تىزدى.

نَضَرَ يَنْضُرُ نُضُورًا وَ نَضْرَةً: نۇرلۇق بولدى، يورۇق، چىرايلىق بولدى، ساپ بولدى، پاكىز بولدى، خۇش چىراي بولدى، يارقىن بولدى، ئوچۇق، گۈزەل بولدى.

«نَضَرَ النَّبَاتُ»: ئۆسۈملۈك گۈزەل بولدى.

«نَضَرَ لَوْنُهُ»: ئۇنىڭ رەڭگى چىرايلىق بولدى.

نَضَّ يَنِضُّ نَضًّا وَ نَضِيضًا الْمَاءُ: سۇ سىرغىپ ئاقتى.

نَضَّ لَهُ بِشَيْءٍ: ئازراق نەرسە بەردى.

نَضَّ مَالُهُ: مېلى نەق پۇلغا ئايلاندى.

نَضَّ الشَّيْءُ: ئاشكارىلىدى.

نَضَّتِ الْقِرْبَةُ مِنْ شِدَّةِ الْمِلْءِ: جىق قاچىلانغانلىقتىن تولۇم يېرىلىپ كەتتى.

نَضَّ الطَّائِرُ جَنَاحَيْهِ: قۇش قانات قاقتى.

نَضٌّ: ياقمايدىغان ئىش.

نَضَّاحَةٌ ج نَضَّاحَاتٌ: سۇ چاچقۇچ، سۇيۇقلۇق پۈركىگۈچ، سۇ سەپكۈچ.

قَوْسٌ نَضَّاحَةٌ بِالنَّبْلِ: ئوق ياغدۇرىدىغان يا.

نَضَّاخٌ: شارقىرىتىپ چاچقۇچى.

«مَطَرٌ نَضَّاخٌ غَزِيرٌ»: مول ياغقان يامغۇر.

عَيْنٌ نَضَّاخَةٌ: سۇ ئېتىلىپ چىقىدىغان بۇلاق.

﴿فِيهِمَا عَيْنَانِ نَضَّاخَتَانِ﴾ «قۇرئان»: ئۇ ئىككى جەننەتتە قايناپ چىقىپ تۇرغان ئىككى بۇلاق بار.

نَضَّجَ يُنَضِّجُ تَنْضِيجًا: پىشۇردى.

«نَضَّجَ اللَّحْمَ»: گۆش پىشۇردى.

نَضَفَ يَنْضُفُ نَضَفَانًا الدَّابَّةُ: ئۇلاغ سوكۇلداپ ماڭدى.

نَضِفَ يَنْضَفُ نَضَفًا: خىزمەت قىلدى، مۇلازىمەت قىلدى.

نَضِفٌ: نىجىس، ناپاك، مەينەت.

نَضَلَ يَنْضَلُ نَضَلًا: ئورۇقلىدى، ئاجىزلىدى، چارچىدى.

نَضَلَ يَنْضُلُ نَضْلًا: يەڭدى، غەلىبە قىلدى.

نُضُوجٌ: پىشىپ يېتىلىش.

«نُضُوجُ الْفَاكِهَةِ»: مېۋىنىڭ پىشىشى.

«نُضُوجٌ فِكْرِيٌّ»: ئەقىل-ئىدراك جەھەتتىن يېتىلىش.

نَضِيدٌ: رەتلىك تىزىلغان، سانجاق-سانجاق بولۇپ كەتكەن.

﴿وَالنَّخْلَ بَاسِقَاتٍ لَّهَا طَلْعٌ نَّضِيدٌ﴾ «قۇرئان»: ئېگىز ئۆسكەن، مېۋىلىرى سانجاق-سانجاق بولۇپ كەتكەن خورمىلارنى ئۆستۈردۇق.

نَضِيدَةٌ ج نَضَائِدُ: رەتلىك تىزىلغان، ماتىروس، كۆرپە، تۆشەك، ياستۇق، تەكىيە.

نَضِيرٌ: گۈزەل، چىرايلىق، نۇرلۇق، پاكىز.

وَجْهٌ نَضِيرٌ: خۇش چىراي.

نَضِيضَةٌ ج أَنِضَّةٌ وَ نَضَائِضُ: ئاز يامغۇر.

نَضِيفٌ: مەينەت؛ پاكىز.

نَطَا يَنْطُو نَطْوًا: - الْمَنْزِلُ: جاي يىراق بولدى.

نَطَا الْحَبْلَ: ئارغامچىنى تارتتى.

نِطَابٌ: باش، بويۇن تومۇرى.

نِطَاسِيٌّ ج نِطَاسِيُّونَ وَ نُطُسٌ: ئۇستا دوختۇر، توشقان ئالىم.

نِطَاقٌ ج نُطُقٌ: بەلباغ، كەمەر، پەشتاما؛ دائىرە، رايون، چېگرا.

اِتَّسَعَ نِطَاقُ هَذِهِ الْفِكْرَةِ: بۇ پىكىرنىڭ دائىرىسى كەڭ بولدى.

شَيْءٌ وَاسِعُ النِّطَاقِ: كەڭ دائىرىلىك.

فِي نِطَاقِ هَذَا الْمَوْضُوعِ: بۇ ماۋزۇ دائىرىسى ئىچىدە.

نِطَاقٌ صِحِّيٌّ، نِطَاقُ الْحَجْرِ الصِّحِّيِّ: يۇقۇملۇق كېسەللىكلەردىن مۇداپىئەلىنىش يونكىتى.

نِطَاقُ التَّبِعَاتِ: مەجبۇرىيەت دائىرىسى، مەسئۇلىيەت دائىرىسى.

نَطَحَ يَنْطَحُ نَطْحًا: ئۈستى، سۈزدى.

نَطَحَهُ الثَّوْرُ: ئۇنى بۇقا ئۈسۈۋەتتى.

«نَطَحَ الْكَبْشُ الصَّبِيَّ»: قوچقار بالىنى ئۈسۈۋەتتى.

نَطَحَ فُلَانًا عَنْ كَذَا: پالانىنى قوغدىدى.

نَطَرَ يَنْطُرُ نَطْرًا: قوغدىدى، مۇداپىئە قىلدى.

نَطَرَةٌ عَنَهُ: قورۇدى.

نَطَرَتِ السَّمَاءُ: يامغۇر ياغدى.

نَطِسَ يَنْطَسُ نَطَسًا: ئىشلارغا ئىنچىكە قارىدى، كۆڭۈل بۆلدى.

نَطِسٌ ج نَطِسُوْنَ: چوڭقۇر پىكىرلىك، ئىنچىكىلەپ قارىغۇچى.

نَطَّ يَنِطُّ نَطًّا وَ نَطِيْطًا: سەكرىدى.

«نَطَّتِ الْقِطَّةُ»: مۈشۈك سەكرىدى.

نَطَّ الشَّخْصُ فِي الْأَرْضِ: باردى، كەتتى.

نَطَّ فِي كَلَامِهِ: ۋاتىلدىدى، كوتۇلدىدى.

نُطَّارٌ ج نَطَاطِيْرُ: زىرائەتكە تىكلەنگەن قارانچۇق.

نَطَّاطٌ: تولا سەكرەيدىغان.

«قِطٌّ نَطَّاطٌ»: تولا سەكرەيدىغان مۈشۈك.

نَطٌّ ج نَطَّاطُوْنَ: جاۋىلداق، ۋات-ۋات.

نَطَّفَ يُنَطِّفُ تَنْطِيْفًا الْمَرْأَةَ: ئايالنىڭ قۇلىقىغا سىرغا سېلىپ قويدى.

نَطَّقَ يُنَطِّقُ تَنْطِيْقًا: سۆزلەتتى؛ بېلىگە كەمەر باغلىدى.

«نَطَّقَتِ الْأُمّ الصَّبِيَّ»: ئانا بالىنى سۆزلەتتى.

نَطَعَ يَنْطَعُ نَطْعًا اللُّقْمَةَ: يېمەكلىكنى ئېلىپ ئازراق يەپ ئاندىن ئۇنى داستىخانغا قويۇپ قويدى.

نَطِعَ نَطَعًا لَوْنُهُ: رەڭگى ئۆزگەردى، ئۆڭدى.

نَطْعٌ وَ نِطْعٌ وَ نَطَعٌ ج أَنْطَاعٌ وَنُطُوعٌ وَأَنْطُعٌ : پالاس، تۆشەك، سېلىنچا، كۆرپە، كۆرپىچەك، تېرە پالاس.

نَطَفَ يَنْطِفُ نَطْفًا وَ نُطُوفًا وَنَطَفَانًا الْمَاءُ: سۇ تامچىلىدى، ئاز ئاقتى.

«نَطَفَتِ الْقِرْبَةُ»: تۇلۇم ئېقىپ قالدى.

نَطَفَتِ الْمَاءَ: سۇنى قۇيدى، تۆكتى.

نَطَفَهُ بِعَيْبٍ: ئۇنى ئەيىبلىدى.

نَطَفٌ: ئەيىب، نۇقسان، يامانلىق.

نَطِفٌ: نىجىس، مەينەت، گۇمانلىق ئادەم.

نُطْفَةٌ ج نِطَافٌ: سۈزۈك سۇ، تامچە.

«سَقَانِيْ نُطْفَةً عَذْبَةً»: ئۇ ماڭا شېرىن سۇ بەردى.

«جَاءَ وَعَلَى وَجْهِهِ نِطَافٌ مِنْ عَرَقٍ»: ئۇ كەلگەندە ئۇنىڭ يۈزىدە تەر تامچىلىرى بار ئىدى.

نُطْفَةٌ ج نُطَفٌ: مەنىي، ئىسپېرما.

﴿خَلَقَ الإنسَانَ مِن نُّطْفَةٍ﴾ «قرآن»: ئاللاھ ئىنسانىنى ئابىمەنىيدىن ياراتتى.

نَطَفَةٌ: ھالقا، سىرغا.

نَطَقَ يَنْطِقُ نُطْقًا وَمَنْطِقًا: سۆزلىدى، گەپ قىلدى، پىكىر بايان قىلدى، سۆزگە چىقتى.

نَطَقَ بِالْحُكْمِ: ھۆكۈم چىقاردى، ھۆكۈم ئېلان قىلدى.

«نَطَقَ الْقَاضِيْ بِالْحُكْمِ»: سوتچى ھۆكۈم چىقاردى.

نَطَقَ الْكِتَابُ: چۈشەندۇردى، ئۇقتۇردى، شەرھلىدى، بايان قىلدى، سۆزلەپ بەردى.

نَطَقَتِ الْقِيْثَارَةُ: گىتار سايراپ كەتتى.

نُطْقٌ: سۆزلەش، سۆز، گەپ-سۆز.

طِفْلٌ مُبَكِّرُ النُّطْقِ: بالدۇر تىلى چىققان بوۋاق.

هُوَ فَاقِدُ النُّطْقِ: ئۇ تىلسىز.

نَطَلَ يَنْطُلُ نَطْلًا وَنُطُوْلًا- الْخَمْرَ: ھاراقنى سىقىپ چىقاردى.

نَطَلَ الْمَاءَ: سۇنى ئاز-ئاز قۇيدى.

نَطَلَ الْمَاءَ مِنَ الْبِئْرِ: قۇدۇقتىن سۇ تارتتى.

نَطْلٌ: ئۈزۈمنىڭ پوستى، ئازغىنە سۇت.

نَطْلَاءُ: ئاپەت.

نُطْلَةٌ ج نُطَلٌ: ئىككىنچى قېتىم سىقىپ چىقىرىلغان ھاراق.

نَطْوٌ: يىراقلىق، مۇساپە.

نَطُوْفٌ: يامغۇرلۇق بۇلۇت.

لَيْلَةٌ نَطُوْفٌ: يامغۇرلۇق كېچە.

نَطِيْحَةٌ ج نَطْحَى وَنَطَائِحُ: ئۈسۈپ ئۆلتۈرۈلگەن قوي.

نِظَارَةٌ: پاراسەت، ماھىرلىق، نازارەت، باشقۇرماق،

مىنىستىرلىك.
نِظَارَةُ الْخَارِجِيَّةِ: تاشقى ئىشلار مىنىستىرلىقى.
نِظَارَةُ الْمَالِيَّةِ: مالىيە مىنىستىرلىقى.
نَظَافَةٌ: تازىلىق، پاكىزلىق.
بَيْتُ النَّظَافَةِ: تازىلىق ئۆيى.
نِظَامٌ: تىزىش، رەتلەش.
نِظَامٌ ج أَنْظِمَةٌ وَنُظُمٌ: تىزىق يىپ، تەرتىپ، تۈزۈم، تۈزۈلمە، توقۇلما، تەشكىل، تەشكىلات.
«يُحَافِظُ الْمُوَظَّفُ عَلَى نِظَامِ الْإِدَارَةِ»: خىزمەتچى ئىدارە تۈزۈمىگە رىئايە قىلىدۇ.
«نِظَامٌ اِشْتِرَاكِيٌّ»: سوتسىيالىستىك تۈزۈم.
«نِظَامٌ عَسْكَرِيٌّ»: ھەربىي تۈزۈم.
«نِظَامٌ جُمْهُورِيٌّ»: جۇمھۇرىيەت تۈزۈمى.
«أَنْظِمَةٌ تَعْلِيمِيَّةٌ»: مائارىپ تۈزۈملىرى، مائارىپ قائىدە ـ يوسۇنلىرى.
«النِّظَامُ الْأَسَاسِيّ لِلشَّرِكَةِ»: شىركەتنىڭ قائىدە ـ تەرتىپلىرى.
النِّظَامُ الْإِجْتِمَاعِيّ: ئىجتىمائىي تۈزۈم.
النِّظَامُ الْعَامّ: ئاممىۋى تەرتىپ.
«اِخْتَلَّ النِّظَامُ الْعَامّ فِي الْبِلَادِ»: دۆلەتنىڭ ئاممىۋى تەرتىپى بۇزۇلدى.
نَظَرَ يَنْظُرُ نَظَرًا إِلَى الشَّيْءِ: نەرسىگە قارىدى، دىققەت بىلەن قارىدى، كۆردى.
نَظَرَ الدَّيْنَ: قەرزنى كېچىكتۈردى.
نَظَرَ الشَّيْءَ: نەرسىنى كۈتتى.
«إِنِّي أَنْظُرُ فَضْلَ اللهِ»: مەن چوقۇم ئاللاھدىن ئىلتىپات كۈتىمەن.
نَظَرَ الشَّخْصَ: كىشىنىڭ كېيىگە قۇلاق سالدى.
نَظَرَ فِي الشَّيْءِ: ئۆگەندى ۋە ئويلاندى.
«نَظَرَ فِي الْقَضِيَّةِ»: مەسىلىنى ئويلاندى.
نَظَرَ بَيْنَ النَّاسِ: كىشىلەر ئارىسىدا ھۆكۈم چىقاردى.

نَظَرَ لِفُلَانٍ: ياردەم قىلدى، قارىدى.
«نَظَرَ لِلْيَتِيمَةِ»: يېتىمگە ياردەم قىلدى، يېتىمگە قارىدى.
﴿ قُلِ انظُرُوا مَاذَا فِي السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ ﴾ «قۇرئان»: ئېيتقىنكى: «ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنى كۆزىتىڭلار».
نَظَرٌ: قاراش، كۆرمەك، كۆرۈش كۈچى، پىكىر. ئويلىنىش، ئۆگىنىش، تەتقىق قىلىش.
«النَّظَرُ إِلَى الْأَزْهَارِ»: گۈل ـ چېچەكلەرگە قاراش.
«مَسْأَلَةٌ فِيهَا نَظَرٌ»: ئويلىنىپ بېقىشقا تېگىشلىك مەسىلە.
«مَوْضُوعٌ تَحْتَ النَّظَرِ»: تەتقىق قىلىنىۋاتقان تېما.
«أَعَادَ النَّظَرَ فِي الْمَقَالَةِ»: ماقالىگە قايتا قاراپ چىقتى.
«الْمَحْكَمَةُ ذَاتُ النَّظَرِ»: تولۇق ھوقۇقلۇق مەھكىمە.
«نَظَرٌ سَدِيدٌ»: توغرا قاراش.
«أَهْلُ النَّظَرِ وَالْعِلْمِ»: پىكىرلىك ۋە بىلىملىكلەر.
نَظَرٌ ج أَنْظَارٌ: كۆرۈش كۈچى، كۆرۈش قۇۋۋىتى.
«قَصِيرُ النَّظَرِ»: نەزەر دائىرىسى تار.
بِالنَّظَرِ إِلَى كَذَا / نَظَرًا إِلَى كَذَا: شۇنىڭغا قارىغاندا.
بَعِيدُ النَّظَرِ: نەزەر دائىرىسى كەڭ، پاراسەتلىك.
أَدَارَ نَظَرَهُ مِنْ أَعْلَى الْجِبَالِ: تاغ ئۈستىدىن كۆز يۈگۈرتتى.
نَظْرَةٌ ج نَظَرَاتٌ: بىر قاراش.
«أَلْقَى نَظْرَةً»: لاپپىدە قارىدى.
نَظِرَةٌ: كۈتمەك.
﴿ وَإِن كَانَ ذُو عُسْرَةٍ فَنَظِرَةٌ إِلَى مَيْسَرَةٍ ﴾ «قۇرئان»: ئەگەر قەرزدارنىڭ قولى قىسقا بولسا، ئۇنىڭ ھالى ياخشىلانغۇچە كۈتۈڭلار.
نَظَرِيٌّ: كۆزنىڭ، كۆرۈش كۈچىگە مۇناسىۋەتلىك، كۆرۈش سەزگىسىغا ئائىت، ئويتىلىق، نەزەرىيىۋى، نەزەرىيە جەھەتتىن.

نَظَرِيًّا: نەزەرىيە جەھەتتىن.

نَظَرِيَّةٌ ج نَظَرِيَّاتٌ: ھۆكۈم، ھۆكۈم جۈملە.

نَظَرِيَّةٌ: نەزەرىيە، ئىلمىي پرىنسىپ، ئىلمىي قانۇن، تەلىمات.

النَّظَرِيَّةُ وَالْعَمَلِيَّةُ / النَّظَرِيَّةُ وَالتَّطْبِيقُ: نەزەرىيە ۋە ئەمەلىيەت، نەزەرىيە ۋە ئەمەلىيەتكە بىرلەشتۈرۈش.

نَظَّارٌ: يىراقنى كۆرەلەيدىغان، ئۆتكۈر، نەزەر دائىرىسى كەڭ.

نَظَّارَاتِيٌّ: كۆزەينەك ياسىغۇچى، ئوپتىكىشۇناس.

نَظَّارَةٌ: تاماشىبىنلار، كۆرگۈچىلەر.

نَظَّارَةٌ ج نَظَّارَاتٌ: كۆزەينەك.

نَظَّارَةٌ حَرْبِيَّةٌ: دۇربۇن.

نَظَّارَةٌ مُكَبِّرَةٌ: مىكروسكوپ.

نَظَّارَةٌ مُجَسِّمَةٌ: سىتېرئوسكوپ (بەدەننى تەكشۈرىدىغان بىر خىل ئەينەك).

أَبُو نَظَّارَةٍ وَ ذُو النَّظَّارَةِ: كۆزەينەكلىك، كۆزەينەك تاقىۋالغان.

نَظَّرَ يُنَظِّرُ تَنْظِيرًا الشَّيْءَ بِالشَّيْءِ: سېلىشتۇردى.

«نَظَّرَ شَهَادَتَهُ الْعِلْمِيَّةَ بِشَهَادَةٍ أُخْرَى»: ئۇنىڭ ئىلمىي دىپلومىنى باشقا دىپلومغا سېلىشتۇردى.

نَظَّرَهُ: ئۇنى نەزەرىيە شەكلىدە ئوتتۇرىغا قويدى.

«نَظَّرَ نَتَائِجَ بَحْثِهِ»: ئۆزىنىڭ تەتقىقات نەتىجىلىرىنى نەزەرىيە شەكلىدە ئوتتۇرىغا قويدى.

نَظَّفَ يُنَظِّفُ تَنْظِيفًا: تازىلىدى، پاكىزلىدى، ئادالىدى.

«نَظَّفَ الْبَيْتَ مِنَ الْوَسَخِ وَالْغُبَارِ»: ئۆينى مەينەتچىلىك ۋە چاڭ-توزاندىن تازىلىدى.

«نَظَّفَ مَلَابِسَهُ»: كىيىملىرىنى تازىلىدى.

«نَظَّفَ أَسْنَانَهُ»: چىشلىرىنى تازىلىدى.

نَظَّفَ الشَّخْصُ قَلْبَهُ: قەلبىنى پاك تۇتتى، گۇمانلىق ۋە چەكلىمىلەردىن ساقلىدى.

نَظَّمَ يُنَظِّمُ تَنْظِيمًا: تەرتىپكە سالدى، ئورۇنلاشتۇردى، تەشكىللىدى، ئۇيۇشتۇردى، رەتلىدى.

«نَظَّمَ الطَّالِبُ كُتُبَهُ»: ئوقۇغۇچى كىتابلىرىنى رەتلىدى.

نَظَّمَ اللُّؤْلُؤَ: ئۈنچە-مەرۋايىتلارنى يىپقا ئۆتكۈزدى.

نَظُفَ يَنْظُفُ نَظَافَةً: پاكىز بولدى، تازا بولدى.

«نَظُفَتْ ثِيَابُهُ»: ئۇنىڭ كىيىملىرى پاكىز بولدى.

نَظَمَ يَنْظِمُ نَظْمًا: تىزدى. نەزم يازدى.

«أَنْشَدْتُ نَظْمًا أَهَنِيهَا أَخَا عَجَلٍ ... يَا أَهْلَ فَضْلٍ أَقِيلُوا بَعْضَ إِبْهَامِ»: مەن ئىسلام جەمئىيتىنى قۇرۇلغانلىقىنى تەبرىكلەش يۈزىسىدىن ھاپىلا-شاپىلا بۇ شېئىرنى يېزىپ چىقتىم، كۆپچىلىك ئۆلىمالار يېتەرسىزلىكلىرىنى كەچۈرۈۋەتسىكەن.

«نَظَمَ جَوَاهِرَ الْقِلَادَةِ»: بويۇنغا ئاسىدىغان مەرۋايىتلارنى تىزدى.

نَظَمَ شِعْرًا: شېئىر تۈزدى.

«نَظَمَ قَصِيدَةً حَمَاسِيَّةً»: قەھرىمانلىق قەسىدىسى تۈزدى.

نَظَمَ أَمْرَهُ: ئىشنى تۈزدى، تەرتىپكە سالدى، رەتلىدى، ئورۇنلاشتۇردى.

نَظْمٌ: تەشكىللىمەك، ئۇيۇشتۇرماق، رەتلىمەك، ئورۇنلاشتۇرماق، تەرتىپكە سالماق، شېئىر، نەزم.

نَظْمُ الشِّعْرِ: شېئىر تۈزۈش، شېئىر يېزىش.

نَظِيرٌ ج نُظَرَاءُ: ئوخشاش، تەڭ-باراۋەر.

«إِسْتَقْبَلَ وَزِيرُ الْخَارِجِيَّةِ نَظِيرَهُ»: تاشقى ئىشلار مىنىستىرى باشقا تاشقى مىنىستىرىنى كۈتۈۋالدى.

«فُلَانٌ لَيْسَ لَهُ نَظِيرٌ»: پالانىنىڭ ئوخشىشى يوق.

«هُوَ مُنْقَطِعُ النَّظِيرِ»: ئۇ تەڭداشسىز.

نَظِيفٌ ج نِظَافٌ: تازا، پاكىز.

«تِلْمِيذٌ نَظِيفُ الثِّيَابِ»: كىيىملىرى رەتلىك ئوقۇغۇچى.

نَظِيفُ السَّرَاوِيلِ: پاك.

نَظِيفُ الْيَدَيْنِ: هارام نەرسىلەردىن ئۆزىنى پاك تۇتىدىغان.

نُعَاسٌ: ئۈگدىمەك، مۈگدەش.

نِعَالَةٌ: موزدوزلۇق، تاقچىلىق.

نَعَامَةٌ ج نَعَامٌ وَنَعَائِمُ: تۆگە قۇش؛ چۆلدە تىككەپ قويۇلغان يول بەلگىسى.

جَاءَ كَالنَّعَامَةِ: ئۈمىدسىز قايتتى.

خَفَّتْ نَعَامَةُ الْقَوْمِ: كىشىلەر كەتتى.

رَكِبَ جَنَاحَي النَّعَامَةِ: تىرىشتى.

نَعَامَةُ الدِّمَاغِ: كۆكرەك پەردىسى.

نَعَامَةُ الْقَدَمِ: تاپان، تاپان ئوتتۇرىسى.

نَفَرَتْ نَعَامَتُهُ: چۆچۈپ كەتتى.

هُوَ ظِلُّ نَعَامَةٍ: ئۇ ئۇزۇنتورا.

نَعَبَ يَنْعَبُ نَعِيبًا وَنُعَابًا الْغُرَابُ: قاغا قاقىلىدى.

نَعَتَ يَنْعَتُ نَعْتًا: تەسۋىرلىدى، سۈرەتلەپ بەردى، بايان قىلدى، سۈپەتلىدى.

نَعْتٌ ج نُعُوتٌ: سۈپەتلەش، تەسۋىرلەش، بايان قىلىش.

جَمَعَ نُعُوتَ الْخَيْرِ كُلَّهَا: ئۇنىڭدا ياخشىلىق سۈپەتلىرىنىڭ ھەممىسى تېپىلىدۇ.

نَعَثَ يَنْعَثُ نَعْثًا الشَّيْءَ: نەرسىنى ئالدى.

نَعْثَلٌ: ئالجىغان قېرى، ئەركەك سېرتلان، كۆكۈيۇن.

نَعِجَ يَنْعَجُ نَعَجًا اللَّوْنُ: رەڭ ئاپئاق سۈزۈك بولدى.

نَعِجَ الْبَعِيرُ: تۆگە سەمرىدى.

نَعِجَ الشَّخْصُ: قوي گۆشى ئېغىر كەلدى.

نَعْجَةٌ ج نِعَاجٌ وَنَعَجَاتٌ: ساغلىق قوي.

نَعَرَ يَنْعَرُ نَعْرًا وَنَعِيرًا وَنُعَارًا: پۇشۇلدىدى، ئىڭىردى، خىرقىرىدى.

نَعَرَ الْعِرْقُ بِالدَّمِ: تومۇردىن قان ئېتىلىپ چىقتى.

نَعَرَ فِي الْبِلَادِ: يۇرت كەزدى.

نَعَرَ فُلَانٌ فِي الْفِتْنَةِ: پىتنىگە چىتىلىپ قالدى.

مِنْ أَيْنَ نَعَرْتَ إِلَيْنَا: سەن قەيەردىن كەلدىڭ؟

نَعَرَةٌ ج نَعَرَاتٌ: خورەك، دىماغ تاۋۇشى، پۇشۇلدىغان ئاۋاز.

نُعَرَةٌ ج نُعَرٌ وَنُعَرَاتٌ: دىماغ.

نُعَرَةٌ: مەنمەنلىك، ئۆزىنى چوڭ تۇتۇش، هاكاۋۇرلۇق؛ كۆكۈيۇن.

فِي فُلَانٍ نُعَرَةٌ: پالانى هاكاۋۇر.

نُعَرَةٌ إِقْلِيمِيَّةٌ: يۇرتۋازلىق.

نُعَرَةٌ عُنْصُرِيَّةٌ: ئىرقچىلىق.

نَعَسَ يَنْعَسُ نَعْسًا وَنَعَسًا وَنُعَاسًا: ئۈگدىدى، مۈگدىدى، ئۇيقا باستى.

نَعَسَ حَظُّهُ: بەختسىز بولدى.

نَعَسَتِ السُّوقُ: بازار كاساتلاشتى.

«إِذَا نَعَسَ أَحَدُكُمْ فِي الصَّلَاةِ فَلْيَرْقُدْ حَتَّى يَذْهَبَ عَنْهُ النَّوْمُ» ‹حديث›: سىلەر ناماز ئوقۇۋېتىپ مۈگدەپ قالساڭلار، بېرىپ ئۇيقۇڭلار تۈگىگۈچە ئۇخلاڭلار.

نَعْسَانُ م نَعْسَى ج نِعَاسٌ: ئۈگدىگۈچى.

نَعَشَ يَنْعَشُ نَعْشًا: تىكتى، تىكلىدى، كۆتۈردى، ئۆستۈردى، قوزغاتتى.

«نَعَشَ الشَّجَرَةَ»: دەرەخ تىكتى.

«نَعَشَهُ مِنْ فَقْرِهِ»: ئۇنى كەمبەغەللىكتىن قۇتقۇزدى.

نَعَشَ الرَّبِيعُ النَّاسَ: باهار كىشىلەرنى روھلاندۇردى.

نَعَشَ النَّاسُ الْمَيِّتَ: كىشىلەر ئۆلۈكنى جىنازىغا سېلىپ كۆتۈردى.

نَعْشٌ: تىكلىمەك، تۇرغۇزماق، كۆتۈرمەك،

ئۆستۇرمەك، قوزغىماق.

نَعْشٌ ج نُعُوشٌ: جىنازا، تاۋۇت.

بَنَاتُ نَعْشِ الْكُبْرَى: چوڭ ئېيىق يۇلتۇزى، چوڭ چۆمۈچ يۇلتۇزى، يەتتە قاراقچى.

بَنَاتُ نَعْشِ الصُّغْرَى: كىچىك ئېيىق يۇلتۇزى.

نَعَصَ يَنْعَصُ نَعْصًا الشَّيْءَ: مىدىرلاتتى، ھەرىكەتلەندۈردى.

نَعَصَ الْجَرَادُ الْأَرْضَ: چېكەتكە ئۆسۈملۈكنى يەپ كەتتى.

نَعِصَ يَنْعَصُ نَعْصًا: ئىرغاڭلىدى.

نَعْصٌ: سازلىق، پاتقاقلىق.

نَعَظَ يَنْعَظُ نَعْظًا وَنَعَظًا وَنُعُوظًا الْقَضِيبُ: زەكەر قايىم بولدى.

نَعَّاسٌ: مۈگدىگەك.

نَعَّالٌ: موزدوز، تاقىچى.

نَعَّشَ يُنَعِّشُ تَنْعِيشًا: كۆتۈردى، ئۆستۈردى.

نَعَّلَ يُنَعِّلُ تَنْعِيلًا الدَّابَّةَ: ئات ئۇلاغنى تاقىلىدى.

نَعَّلَ الْحِذَاءَ: ئاياغنى چەملىدى.

نَعَّمَ يُنَعِّمُ تَنْعِيمًا: «ھەئە» دېدى.

نَعَّمَ الشَّيْءَ: يۇمشاق قىلدى.

نَعَّمَهُ: باياشات قىلدى.

«نَعَّمَهُ بَعْدَ عُسْرِهِ»: قىيىنچىلىقتىن كېيىن ئۇنى باياشات قىلدى.

نَعَقَ يَنْعَقُ نَعْقًا وَنَعِيقًا وَنُعَاقًا الْغُرَابُ: قاغا قاقىلدىدى. «قاق-قاق» قىلدى.

نَعَقَ الرَّاعِي بِغَنَمِهِ: مالچى قويىنى ھوقۇيتتى.

نَعَلَ يَنْعَلُ نَعْلًا: كەش كىيگۈزدى.

«نَعَلَتِ الْأُمُّ وَلَدَهُ»: ئانا بالىسىغا كەش كىيگۈزدى.

نَعَلَ الدَّابَّةَ: ئات-ئۇلاغنى تاقىلىدى.

نَعْلٌ: كەش (ئاياغ) كىيگۈزمەك، تاقىلىماق.

نَعْلٌ ج نِعَالٌ وَأَنْعُلٌ: كەش، ئاياغ كىيىم، تاقا.

«لَا يَمْشِ أَحَدُكُمْ فِي نَعْلٍ وَاحِدَةٍ» ‹حديث›: بىر پاي ئاياغ كىيىپ يول يۈرمەڭلار.

نَعُمَ يَنْعُمُ نُعُومًا: يۇمشاق بولدى، يۇمران بولدى، ئۇن بولدى.

نَعُمَ عَيْشُهُ: تۇرمۇشى پاراۋان بولدى، باياشات بولدى.

نَعِمَ يَنْعَمُ نَعَمًا وَنَعِيمًا: يۇمشاق بولدى، يۇمران بولدى.

نَعِمَ عَيْشُهُ: تۇرمۇشى پاراۋان بولدى، باياشات بولدى.

نَعِمَ بَالُهُ: خاتىرجەم بولدى.

«نَعِمَ بِهِ عَيْنًا»: خۇشال بولدى، شادلاندى، ياقتۇردى، ياخشى كۆردى، قىزىقتى، كۆڭلىگە ياقتى، مۇھەببەت باغلىدى، خۇشتار بولدى.

نَعِمَ بِهِ: خۇشال بولدى، بەھرىمەن بولدى.

«نَعِمْتُ بِلِقَائِهِ»: ئۇنىڭ بىلەن ئۇچراشقانلىقىمدىن خۇشال بولدۇم.

نَعِمَ يَنْعَمُ نَعَمًا: كۆكەردى، يېشىللاشتى، ياپيېشىللىققا پۈركەندى.

نَعَمْ: ھەئە، شۇنداق، ماقۇل، دۇرۇس، توغرا.

«هَلْ جَاءَ أَحْمَدُ؟ نَعَمْ جَاءَ»: ئەھمەد كەلدىمۇ؟ ھەئە كەلدى.

نِعْمَ: نېمىدېگەن ياخشى.

«نِعْمَ مَا صَنَعْتَ»: ئەجەب ياخشى قىلدىڭ.

﴿نِعْمَ الْمَوْلَى وَنِعْمَ النَّصِيرُ﴾ ‹قرآن›: ئاللاھ نېمىدېگەن ياخشى مەدەتكار، نېمىدېگەن ياخشى ياردەمچى!

«نِعْمَ الْأُدْمُ الْخَلُّ نِعْمَ الْأُدْمُ الْخَلُّ» ‹حديث›: ئاچچىق سىركە بىلەن نان نېمىدېگەن يېيىشلىك، نېمىدېگەن ياخشى.

﴿إِنْ تُبْدُوا الصَّدَقَاتِ فَنِعِمَّا هِيَ﴾ ‹قرآن›: سەدىقىنى ئاشكارا بەرسەڭلار، بۇ ياخشىدۇر.

نَعَمْ: يۇمشاق بولماق، يۇمران بولماق، پاراۋان بولماق، باياشات بولماق، تىنچ ئارام ئالماق.

نَعَمٌ ج أَنْعَامٌ: تۆگە، قوي، ئۆچكە، ئېشەك ۋە كالىغا ئوخشاش ھايۋانلار.

﴿فَنُخْرِجُ بِهِ زَرْعاً تَأْكُلُ مِنْهُ أَنْعَامُهُمْ وَأَنْفُسُهُمْ﴾ «قۇرئان»: ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ھايۋانلىرى ۋە ئۆزلىرى يەيدىغان زىرائەتلەرنى ئۇندۇرۇپ چىقىرىمىز.

نَعْمَاءُ ج أَنْعُمٌ: بەخت ـ سائادەت، پاراۋانلىق، باياشاتلىق، كەڭچىلىك، توقچىلىق، مولچىلىق، مال.

«صَدِيقُهُ فِي النَّعْمَاءِ وَالْبَأْسَاءِ»: ئۇ باياشاتلىقتىمۇ، قىيىنچىلىقتىمۇ ئۇنىڭ دوستى.

«هُوَ صَاحِبُ يُسْرٍ وَنَعْمَاءِ»: ئۇ پۇل ـ مالنىڭ ئىگىسى.

نُعْمَانٌ: قان، خۇن.

شَقَائِقُ النُّعْمَانِ: ئەپيۇنگۈل، كۆكنار، خەشخاش.

نَعْمَةٌ: نېمەت، راھەت ـ پاراغەت، ھۇزۇر ـ ھالاۋەت.

﴿وَنَعْمَةٍ كَانُوا فِيهَا فَاكِهِينَ﴾ «قۇرئان»: ئۇلار بەھرىمەن بولۇۋاتقان نېمەتلەرنى قالدۇردى.

نِعْمَةٌ ج نِعَمٌ وَ أَنْعُمٌ: نازۇنېمەت، مەرھەمەت، ئىلتىپات.

«فُلاَنٌ وَاسِعُ النِّعْمَةِ»: پالانىنىڭ بايلىقى كۆپ.

﴿وَأَمَّا بِنِعْمَةِ رَبِّكَ فَحَدِّثْ﴾ «قۇرئان»: پەرۋەردىگارىڭنىڭ (ساڭا بەرگەن) نېمىتىنى (كىشىلەرگە) سۆزلەپ بەرگىن.

«إِنَّ اللهَ يُحِبُّ أَنْ يَرَى أَثَرَ نِعْمَتِهِ عَلَى عَبْدِهِ» «ھەدىس»: شۈبھىسىزكى، ئاللاھتائالا ئۆز نېمىتىنىڭ ئەسىرىنى بەندىلىرىدە كۆرۈشنى ياقتۇرىدۇ.

«لَكَ عِنْدِي نِعْمَةٌ لاَتُنْكَرُ»: سىزنىڭ ياخشىلىقىڭىزنى ئۇنتۇمايمەن.

«هَذِهِ نِعْمَةُ الإِلَهِ عَلَيْنَا فَاشْكُرُوا اللهَ يَا أُولِي الأَفْهَامِ»: بۇ، ئاللاھنىڭ بىزگە بەرگەن نېمىتىدۇر، ئى ئەقىللىق ئادەملەر ئاللاھقا تەشەككۈر ئېيتىڭلار.

«هُوَ وَلِيُّ نِعْمَتِهِ»: ئۇ ئۇنىڭ شەپقەتچىسى.

«هُوَ حَدِيثُ نِعْمَةٍ»: ئۇ يېڭى باي.

نَعْنَاعٌ: يالپۇز.

نَغْنَغَ يُنَغْنِغُ نَغْنَغَةً: كېكەچلىدى، دۇدۇقلىدى.

نُعُومَةٌ: يۇمشاقلىق، يۇمرانلىق.

مُنْذُ نُعُومَةِ أَظْفَارِهِ: ئۇ كىچىكلىكىدىن باشلاپ، ...

نَعَى يَنْعَى نَعْيًا وَ نَعِيًّا فُلاَنًا: ئۆلۈم خەۋىرىنى يەتكۈزدى.

نَعَى عَلَيْهِ كَذَا: ئەيىبلىدى.

«نَعَى عَلَيْهِ شُرْبَ الْخَمْرِ»: ئۇنىڭ ھاراق ئىچكەنلىكىنى ئەيىبلىدى.

نَعِيمٌ: خۇشاللىق، ھۇزۇر ـ ھالاۋەت؛ بەخت ـ سائادەت، جەننەت، نېمەت.

نَعِيمُ الْحَيَاةِ: تۇرمۇش پاراۋانلىقى، ھاياتنىڭ لەززىتى.

﴿إِنَّ الْمُتَّقِينَ فِي جَنَّاتٍ وَنَعِيمٍ﴾ «قۇرئان»: تەقۋادارلار ھەقىقەتەن جەننەتلەردە ۋە نېمەت ئىچىدە بولىدۇ.

«نَعِيمُ اللهِ»: ئاللاھنىڭ رەھمىتى.

نَعِيٌّ: ئۆلۈم خەۋىرىنى يەتكۈزمەك.

نَعِيٌّ ج نَعَايَا: ئۆلۈك ئادەم.

نُغَاشٌ: پەتەك، پاكار، رەزىل.

نُغَاشَةٌ: قىزىل تومشۇق قۇشقاچ.

نُغَاشِيٌّ: پاكار، پەتەك، رەزىل.

نَغَبَ يَنْغَبُ نَغْبًا الطَّائِرُ: قۇش سۇ ئىچتى.

نَغَبَ الرِّيقَ: توكۇرۇكىنى يۇتتى.

نُغْبَةٌ ج نُغَبٌ: بىر ئوتلام، بىر يۇتۇم.

«سَقَاهُ نُغْبَةً مِنْ لَبَنٍ»: ئۇنىڭغا بىر ئوتلام سۈت ئىچكۈزدى.

نَفَتَ يَنْفَتُ نَفْتًا الشَّعْرَ: چاچنى تارتتى.

نَغْثٌ: يامان ئىش.

نَغَرَ يَنْغَرُ نَغَرًا الشَّخْصُ: قورساق كۆپۈپ ئاچچىقلاندى، غەزەپلەندى.

نَغَرَتِ الْقِدْرُ: قازان قايندى.

نَغَزَ يَنْغَزُ نَغْزًا الصَّبِيَّ: بالىنى قىچىقلىدى.

نَغَزَ الشَّخْصَ: كىشىنىڭ غەيۋىتىنى قىلدى.

نَغَزَ بَيْنَ الْقَوْمِ: ئارىنى بۇزدى، ئارىغا بۆلگۈنچىلىك سالدى.

نَغَشَ يَنْغَشُ نَغْشًا وَنَغَشَانًا: پاراكەندە قىلدى، بىسەرەمجان قىلدى.

نَغَشَ إِلَيْهِ: ئۇنىڭغا ئىغىپ كەتتى، مايىل بولدى.

نَغَصَ يَنْغَصُ نَغْصًا الشَّخْصَ: ئۇنى سۇدىن چەكلىدى.

نَغَصَ عَلَيْهِ: ئۇنىڭغا كۆڭۈلسىزلىك كەلتۈردى.

«نَغَصَ عَلَيْهِ حَيَاتَهُ بِالضَّجِيجِ الْمُسْتَمِرِّ»: داۋاملىق ۋاراڭ-چۇرۇڭ قىلىپ، كۆڭۈلسىزلىك پەيدا قىلدى.

نَغِصَ يَنْغَصُ نَغْصًا: چالا قالدى، پۈتمىدى.

نَغِصَ الشَّارِبُ: تولۇق ئىچمىدى.

نَغِصَ الرَّجُلُ: مەقسىتىگە يېتەلمىدى.

نَغَّارٌ: غەزەپلەنگۈچى.

جُرْحٌ نَغَّارٌ: قان چىقىپ تۇرىدىغان يارا.

نَغَّرَ يُنَغِّرُ تَنْغِيرًا الصَّبِيَّ: بالىنى قىچىقلىدى.

نَغَّصَ يُنَغِّصُ تَنْغِيصًا: قىينىلاشتۇردى.

«نَغَّصَ عَيْشَهُ»: ئۇنىڭ تۇرمۇشىنى قىينىلاشتۇردى.

نَغَّصَ عَلَيْهِ: ئۇنىڭ ياخشى كۆرىدىغان ئىشىنى ئۈزۈپ قويدى.

نَغَّمَ يُنَغِّمُ تَنْغِيمًا: ناخشا ئېيتتى، نەغمە-ناۋا قىلدى.

نَغَقَ يَنْغِقُ نَغِيقًا وَنُغَاقًا الْغُرَابُ: قاغا قاقىلدىدى.

نَغَقَتِ النَّاقَةُ: تۆگە بوزلىدى.

نَغِلَ يَنْغَلُ نَغَلًا وَجْهُ الْأَرْضِ: قۇرغاقچىلىقتىن يەر يېرىلىپ كەتتى.

نَغِلَ الْجُرْحُ: يارا ئىغىز ئالدى.

نَغِلَ بَيْنَ الْقَوْمِ: ئارىغا بۆلگۈنچىلىك سالدى.

نَغِلَ قَلْبُهُ عَلَى فُلَانٍ: پالانىغا ئۆچلۈك قىلدى، كۆڭلىدە ئۆچلۈك ساقلىدى.

نَغِلَتْ نِيَّتُهُ: ئۇنىڭ نىيىتى بۇزۇلدى.

نَغِلٌ: هارامدىن بولغان (بالا).

نَغَمَ يَنْغَمُ نَغْمًا الشَّخْصُ: شىۋىرلىدى، پىچىرلىدى.

«سَكَتَ فَمَا نَغَمَ بِحَرْفٍ»: گەپ قىلماي شۈك تۇردى.

«نَغَمَ الشَّخْصُ فِي الْغِنَاءِ»: پەس ئاۋازدا ناخشا ئېيتتى.

نَغَمَ فِي الشَّرَابِ: ئاز ئىچتى.

نَغَمٌ وَنَغْمٌ ج أَنْغَامٌ وَأَنَاغِيمُ: نەغمە-ناۋا، ئاھاڭ، كۈي.

أَنْغَامُ الْمُوْسِيقِي: مۇزىكا كۈيلىرى.

نَغْمَةٌ ج نَغَمَاتٌ: ئاۋازنىڭ ماسلىشىشى، ئاۋازنىڭ خۇشلۇقى، ئاھاڭداش كۈي، گارمونىيە (مۇزىكا نەزەرىيىسىنىڭ ئاھاڭ، ئاككورد تۈزۈلۈشىنى بايان قىلغۇچى قىسمى)، سۆزنىڭ جاراڭلىق بولۇشى.

«أَدَّى التِّلْمِيذُ أُنْشُودَةً بِنَغْمَةٍ مُؤَثِّرَةٍ»: شاگىرت چىرايلىق ئاھاڭدا ناخشا ئورۇنلىدى.

«كَلِمَاتُهَا ذَاتُ نَغَمَاتٍ تَرْتَاحُ لَهَا النَّفْسُ»: ئۇنىڭ سۆزلىرى جاراڭلىق بولۇپ، كىشىگە يېقىملىق تۇيۇلىدۇ.

نَغْوٌ: سۆز، پاراڭ.

نَغْوَةٌ: نەغمە ناۋا، ساز، ئاھاڭ، كۈي، مۇقام، تەكشى ئاھاڭ، قىزىق گەپ، يېقىملىق سۆز، سۆز-چۆچەك، رىۋايەت، ئىغۋا، ئۆسەك سۆز، سۆھبەت.

نَغَى يَنْغِي نَغْيًا: چۈشىنىكسىز سۆزلىدى.

نَفَى إِلَى فُلَانٍ بِكَلِمَةٍ: پالانىغا چۈشىنىكسىز گەپ قىلدى.

نَفْيٌ: سۆز، پاراڭ.

نَغْيَةٌ: نەغمە ـ ناۋا، ساز، ئاھاڭ، كۈي، مۇقام، تەگكەش ئاھاڭ، قىزىق گەپ، يېقىملىق سۆز؛ سۆز ـ چۆچەك، رىۋايەت، ئىغۋا، ئۆسەك سۆز، سۆھبەت.

نَفَاثَةٌ ج نَفَائِثُ: شۆلگەي، تۈكۈرۈك، خەپرۈك، بەلغەم.

نَفَادٌ: تۈگەپ كەتمەك، ئىشلىتىپ بولماق.

«عَلَيْكَ يَا وَالِدِيْ مِنِّي التَّحِيَّاتُ وَمَا عَلَيْهَا نَفَادٌ أَوْ نِهَايَاتٌ»: ئى ئاتا! مەندىن سىلىگە تۈگىمەس سالاملار بولسۇن.

نَفَاذٌ: ئۆتمەك، تېشىپ ئۆتمەك، ئىجرا قىلىش، يۈرگۈزمەك.

نَفَاذُ الْبَصِيرَةِ: زېرەكلىك، ھوشيارلىق.

نِفَارٌ: ئۈركۈپ قاچماق.

نِفَاسٌ: تۇغۇت، تۇغۇتتىن كېيىن كېلىدىغان قان.

«أَلَمُ النِّفَاسِ»: نىپاس ئاغرىقى.

«حُمَّى النِّفَاسِ»: نىپاس قىزىتمىسى.

نَفَاسَةٌ: قىممەتلىك، يۇقىرى باھالىق.

نُفَاضٌ: قىقىندى، توزان، چىشنى چوتكىلىغاندىن كېيىن ئېغىزدا قالغان قالدۇق.

نِفَاضٌ ج نُفُضٌ: پەرتۇق.

نِفَاقٌ: ئىككى يۈزلىمىلىك، مۇناپىقلىق.

نُفَايَةٌ ج نُفَايَاتٌ مِنَ الشَّيْءِ: تاشلاندۇق نەرسە، كېرەكسىز نەرسە.

«نُفَايَةُ السَّجَائِرِ»: تاماكا قالدۇقى.

«نُفَايَةُ الطَّعَامِ»: تاماق تاشلاندۇقى.

فُلَانٌ مِنْ نُفَايَاتِ الْقَوْمِ: پالانى قوۋمىنىڭ ئۇساللىرىدىن.

نَفَتَ يَنْفِتُ نَفْتًا وَنَفَتَانًا وَنَفِيتًا ـ الْقِدْرُ: قازان قايىندى.

نَفَثَ يَنْفُثُ وَيَنْفِثُ نَفْثًا وَنَفَثَانًا الْبُصَاقَ وَنَحْوَهُ مِنْ فَمِهِ: تۈكۈرۈك ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاشلارنى ئېغىزدىن تۈكۈردى.

«نَفَثَتِ الْحَيَّةُ السَّمَّ»: يىلان زەھەر چاچتى، زەھەر پۈركىدى.

نَفَثَهُ: ئۇنى قايمۇقتۇردى.

نَفَثَ اللهُ الشَّيْءَ فِي الْقَلْبِ: ئاللاھ بىرەر نەرسىنى كۆڭۈلگە سالدى.

نُفِثَ فِي نَفْسِي كَذَا: كۆڭلۈمگە شۇنداق ئىلھام قىلىندى.

نَفْثٌ: تۈكۈرۈك، شۆلگەي، بەلغەم.

نَفْثُ الشَّيْطَانِ: لىرىك شېئىر.

نَفْثُ الدَّمِ (فِي الطِّبِّ): قان تۈكۈرۈش.

نَفْثَةٌ ج نَفَثَاتٌ: ئاجرالما زەھەر سۇيۇقلۇقى، پارتلىماق، قوزغالماق، كۆتۈرۈلمەك، ئېتىلىپ چىقماق، پۈركىمەك؛ شۆلگەي، تۈكۈرۈك، بەلغەم؛ بىر قېتىم تۈكۈرۈش.

نَفْثَةُ الْقَلَمِ الْأُوْلَى: نادىر ئەدەبىي ئەسەر.

نَفْثَةُ مَصْدُوْرٍ: بەلغەم.

نَفَثَاتُ الْفُؤَادِ: ئىدىيە، ئوي، ئاڭ، قارىش.

مَا أَحْسَنَ نَفَثَاتِ فُلَانٍ: پالانىنىڭ شېئىرلىرى نېمىدېگەن ياخشى.

نَفَثَاتُ الْأَقْلَامِ: ئەدەبىي ئىجادىيەتلەر.

نَفَجَ يَنْفُجُ / يَنْفِجُ نَفْجًا وَنُفُوْجًا: ئۆرلىدى، كۆتۈرۈلدى.

«نَفَجَ الْعَجِيْنُ»: خېمىر كۆپتى.

نَفَجَ الشَّخْصُ: ئۆزىدە يوق نەرسە بىلەن پەخىرلەندى.

«يَنْفُجُ الْمَغْرُوْرُ بِنَسَبِ آبَائِهِ»: مەنمەنچى ئادەم ئاتا ـ بوۋىلىرىنىڭ نەسەبى بىلەن پەخىرلىنىدۇ.

نَفَجَ فَرْخُ الدَّجَاجَةِ: توخۇنىڭ چۈجىسى تۇخۇمىدىن

چىقتى.

نَفَحَ يَنْفَحُ نَفْحًا وَنُفُوحًا الطِّيبُ: خۇش پۇراق تارالدى.

نَفَحَتِ الرِّيحُ: شامال چىقتى.

نَفَحَ الْعِرْقُ: تومۇردىن قان چىقتى، ئاقتى.

نَفَحَهُ مَالًا: ئۇنىڭغا مال بەردى.

نَفْحٌ: پۇرىماق، سوغۇق.

نَفْحَةٌ ج نَفَحَاتٌ: بىر قېتىم پۇراش، يېقىملىق خۇش پۇراق؛ سوغۇق؛ ئىسسىق، غەم، قايغۇ.

﴿وَلَئِن مَّسَّتْهُمْ نَفْحَةٌ مِّنْ عَذَابِ رَبِّكَ﴾ «قۇرئان»: ئەگەر ئۇلارغا پەرۋەردىگارىڭدىن ئازغىنە ئازاب يەتسىلا...

صَاحِبُ كَرَمٍ وَنَفَحَاتٍ: سېخىي، مەرد.

نَفَخَ يَنْفُخُ نَفْخًا النَّارَ / وَفِي النَّارِ: ئوتنى پۈۋلىدى.

نَفَخَ الزِّقَّ وَغَيْرَهُ: تۇلۇم ۋە باشقىلارنى پۈلەپ ئىچىگە يەل توشتۇردى.

نَفَخَ فِي الْبُوقِ: بۇرغا چالدى.

نَفَخَ شِدْقَيْهِ: چوڭچىلىق قىلدى، ئاتىكارچىلىق قىلدى.

نَفَخَ فِيهِ مِنَ الرُّوحِ: ئۇنىڭغا جان كىرگۈزدى.

نَفَخَ الشَّيْءَ: نەرسىنى كۆپەيتتى، كۆپتۈردى.

نَفَخَ السَّيَّارَةَ: ماشىنىغا يەل ئۇردى.

﴿ثُمَّ سَوَّاهُ وَنَفَخَ فِيهِ مِن رُّوحِهِ﴾ «قۇرئان»: ئاندىن ئۇنى راۋۇرۇس يارىتىپ، ئۇنىڭغا ئۆزىگە مەنسۇپ روھنى كىرگۈزدى (يەنى، جان كىرگۈزدى).

نَفْخٌ: ھايۋاننىڭ پۇتىدا بولىدىغان ئىششىق.

نَفْخَةٌ ج نَفَخَاتٌ: پۈۋلەمەك، چالماق؛ ئىششىش، ئاتىكارچىلىق، ھاكاۋۇرلۇق.

نَفْخَةُ الرَّبِيعِ: باھارنىڭ يېشىللىققا پۈركىنىشى.

نَفْخَةُ الشَّبَابِ: ياشلىقنىڭ يېتىلىشى.

نَفِدَ يَنْفَدُ نَفَادًا: تۈگىدى.

«نَفِدَ مَالُهُ»: ئۇنىڭ مېلى تۈگىدى.

«نَفِدَتِ الطَّبْعَةُ الْأُولَى مِنَ الْكِتَابِ»: كىتابنىڭ بىرىنچى نەشرى تۈگىدى.

﴿مَا عِندَكُمْ يَنفَدُ وَمَا عِندَ اللَّهِ بَاقٍ﴾ «قۇرئان»: (ئى ئىنسانلار!) سىلەرنىڭ ئىلكىڭلاردىكى نەرسىلەر تۈگەيدۇ، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى نەرسىلەر تۈگىمەستۇر.

نَفَذَ يَنْفُذُ نُفُوذًا وَنِفَاذًا الْأَمْرُ: ئۆتتى، جارى بولدى، ئاقتى.

«نَفَذَ الْحُكْمُ»: ھۆكۈم جارى بولدى.

نَفَذَ الطَّرِيقُ: يول ئاسانلاشتى.

نَفَذَ إِلَيْهِ الْكِتَابُ: ئۇنىڭغا خەت تەگدى.

نَفَذَ فِيهِ وَمِنْهُ: بىر تەرەپتىن، يەنە بىر تەرەپكە ئۆتتى.

﴿إِنِ اسْتَطَعْتُمْ أَن تَنفُذُوا مِنْ أَقْطَارِ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضِ فَانفُذُوا﴾ «قۇرئان»: ئەگەر سىلەر (ئاللاھنىڭ قازاسىدىن قېچىپ) ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ چېگرالىرىدىن ئۆتۈپ كېتەلىسەڭلار، ئۆتۈپ كېتىڭلار.

نَفَذَ فُلَانٌ فِي الْأُمُورِ: پالانى ئىشلارغا ماھىر بولدى.

نَفْذٌ: ئىجرا قىلماق، ئەمەلگە ئاشۇرماق، بېجىرمەك.

نَفَذٌ ج أَنْفَاذٌ: چىقىش ئېغىزى، يول، چارە، چىقىش يولى.

نَفَرَ يَنْفِرُ نَفْرًا وَنُفُورًا: سەپەر قىلدى، سەپەرگە چىقتى.

﴿فَلَوْلَا نَفَرَ مِن كُلِّ فِرْقَةٍ مِّنْهُمْ طَائِفَةٌ لِّيَتَفَقَّهُوا فِي الدِّينِ وَلِيُنذِرُوا قَوْمَهُمْ إِذَا رَجَعُوا إِلَيْهِمْ لَعَلَّهُمْ يَحْذَرُونَ﴾ «قۇرئان»: ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ھەربىرى جامائەدىن يەنە بىر تۈركۈمى دىنىي ئالىم بولۇپ، ئۇلار قوۋمىنىڭ قېشىغا قايتقاندىن كېيىن، قوۋمىنىڭ ئاللاھدىن قورقۇشى ئۈچۈن، ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرۇش

مەقسىتىدە نېمىشقا (ئىلىم تەلەپ قىلىشقا) چىقمىدى؟

نَفَرَ يَنْفِرُ نُفُورًا وَنِفَارًا الشَّخْصُ مِنْ كَذَا: نەپرەتلەندى، يىرگەندى، سەسكەندى.

نَفَرَ يَنْفِرُ نِفَارًا الْمَرْأَةُ عَنْ زَوْجِهَا: ئايال ئېرىدىن يۈز ئۆرۈدى.

نَفَرَ الدَّابَّةُ مِنْ كَذَا: ييراقلاشتى.

نَفَرَ الْقَوْمُ لِلْأَمْرِ: كىشىلەر ئىشقا تېز چىقتى، ئالدىرىدى.

«نَفَرُوا لِلْجِهَادِ»: ئۇلار جىهادقا ئالدىراپ چىقتى.

نَفْرٌ: بىرەر ئىش ياكى ئۇرۇشقا چىققان بىر توپ ئادەملەر.

يَوْمُ النَّفْرِ: ھاجىلار مىنادىن مەككىگە كېلىدىغان كۈنى.

نَفَرٌ ج أَنْفَارٌ: ئۈچتىن ئونغىچە كىشى؛ كىشىلەر تويى؛ بىر نەپەر.

نُفْرَةٌ: تۇمار، تىلتۇمار، ھۆكۈمرانلىق، باشقۇرۇش.

نَفَرَ يَنْفِرُ نَفْرًا وَنَفَرًا وَنُفُورًا وَنَفَرَانًا: ئۆلدى.

نَفَرَ الْغَزَالُ: كېيىك سەكرىدى.

نَفِسَ يَنْفَسُ نَفَسًا ـــهُ: ئۇنىڭغا كۆز تەگدى.

نَفُسَ يَنْفُسُ نَفَاسَةً: قىممەت باھالىق بولدى. بىباھا بولدى، نەپىس بولدى.

«نَفُسَتِ الْأَحْجَارُ الْكَرِيمَةُ»: ئېسىل تاشلار بىباھا بولدى.

نَفِسَ يَنْفَسُ نِفَاسًا نُفَسَاءَ الْمَرْأَةُ: ئايال تۇغدى.

نُفِسَتِ الْمَرْأَةُ: ئايال نىپاسدار بولدى.

نَفْسٌ: كۆز تەگمەك، كۆز، ھەقىقەت.

«فُلَانٌ أَصَابَتْهُ نَفْسٌ»: پالانىغا كۆز تەگدى.

«فِي نَفْسِ الْأَمْرِ وَالْوَاقِعِ»: ھەقىقەتتە ۋە ئەمەلىيەتتە.

نَفْسٌ ج نُفُوسٌ وَأَنْفُسٌ: روھ، جان، ئۆز، ئۆزى.

كَبِيرُ النَّفْسِ: ئالىيجاناب، كەڭ قورساق، پاك، جەسۇر.

مُنْقَبِضُ النَّفْسِ: روھى چۈشكۈن، مەيۈس، پەرىشان، كەيپسىز.

تَرْوِيحُ النَّفْسِ: كۆڭۈل ئاچماق، ئىچ پۇشۇقىنى چىقارماق.

«بَذَلَ النَّفْسَ وَالنَّفِيسَ»: مېلىنى ۋە جېنىنى بېغىشلىدى.

«الثِّقَةُ بِالنَّفْسِ»: ئۆزىگە ئىشىنىش.

«الْإِعْتِمَادُ عَلَى النَّفْسِ»: ئۆزىگە تايىنىش.

ضَبْطُ النَّفْسِ: ئۆزىنى تۇتۇۋالماق، ئۆزىنى بېسىۋالماق.

خَرَجَتْ نَفْسُهُ: ئۇنىڭ جېنى چىقتى، ئۆلدى.

فُلَانٌ ذُو نَفْسٍ: پالانى ئەخلاقلىق، ئىرادىلىك.

«جَاءَ فُلَانٌ نَفْسُهُ»: پالانى ئۆزى كەلدى.

«كَرَّرَ الْأَقْوَالَ بِنَفْسِهَا»: سۆزلەرنىڭ ئۆزىنى تەكرارلىدى.

«فِي نَفْسِ الْوَقْتِ»: ۋاقتىنىڭ ئۆزىدە، شۇ ۋاقىتتا، ئەينى ۋاقىتتا.

«نَحْنُ بِأَنْفُسِنَا»: بىز ئۆزلىرىمىز.

«فِي نَفْسِي أَنْ أَفْعَلَ كَذَا»: شۇنداق قىلماقچى ئىدىم.

«عِلْمُ النَّفْسِ»: پسىخولوگىيە.

«طِبُّ النَّفْسِ»: روھىي كېسەللىكلەر ئىلمى.

نَفَسٌ ج أَنْفَاسٌ: نەپەس، تىنىق.

«مَرِيضٌ ذُو نَفَسٍ مُتَقَطِّعٍ»: نەپەسى كېسىلگەن كېسەل، توختاپ-توختاپ تىنىدىغان كېسەل.

«جَذَبَ نَفَسًا طَوِيلًا»: ئۇزۇن نەپەس ئالدى.

«طَوِيلُ النَّفَسِ»: تىنىقى ئۇزۇن.

«شَاعِرٌ طَوِيلُ النَّفَسِ: قَصِيدَةٌ طَوِيلَةُ النَّفَسِ»: ئۇزۇن ۋە بەدىئىيلىكى يۇقىرى يازىدىغان شائىر، ئۇزۇن قەسىدە.

بَيْنِي وَبَيْنَهُ نَفَسٌ: ئۇنىڭ بىلەن مېنىڭ ئارىلىقىم يىراق.

فَاضَتْ أَنْفَاسُهُ: ئۇ ئۆلدى.

هُوَ فِي نَفَسٍ مِنْ أَمْرِهِ: ئۇ كەڭچىلىكتە.

نُفَسَاءُ ج نِفَاسٌ وَنُفَسَاوَاتٌ: يېڭى تۇغقان ئايال، نىپاسدار ئايال، تۇغۇتلۇق ئايال.

«تُحَاطُ النُّفَسَاءُ بِكُلِّ عِنَايَةٍ»:تۇغۇتلۇق ئايالنىڭ ھالىدىن تولۇق خەۋەر ئېلىنىدۇ.

نَفْسَانِيٌّ: روھنىڭ، روھىي جەھەتتە، روھ توغرىسىدا، ئىدراكى، ئەقلى، ئاقىلانىلىك، ئەقىل، زىھىن، ئىدراك، پسىخولوگىيە، پسىخولوگىيىنىڭ، پسىخىك.

طِبٌّ نَفْسَانِيٌّ: پسىخولوگ.

«تَحْلِيلٌ نَفْسَانِيٌّ»:پسىخولوگىيە تەھلىلى.

«مَرِيضٌ نَفْسَانِيٌّ»:روھىي كېسەل.

نَفْسِيٌّ: روھىي جەھەتتە، روھنىڭ، ئىدراكى، ئەقلىي، پسىخىك، ئاقىلانىلىك، پسىخولوگىيىلىك.

طَبِيبٌ نَفْسِيٌّ: پسىخولوگ.

الطِّبُّ النَّفْسِيّ: روھىي داۋالاش.

التَّحْلِيلُ النَّفْسِيّ»:پسىخولوگىيىلىك ئانالىز.

نَفْسِيًّا: ئەخلاقىي جەھەتتە، مەنىۋى جەھەتتە.

نَفْسِيَّةٌ: پسىخىكا، روھىي ھالەت، روھ، مەنىۋى.

حَالَةٌ نَفْسِيَّةٌ مُضْطَرِبَةٌ: قالايمىقان روھىي ھالەت.

نَفَشَ يَنْفُشُ نَفْشًا وَنُفُوشًا الْقُطْنَ أَوِ الصُّوفَ أَوْ نَحْوَهُمَا: پاختا، يۇڭ، قاتارلىقلارنى تارىدى، تىتىدى، رەتلىدى.

نَفَشَتِ الْمَاشِيَةُ فِي الزَّرْعِ: مال كېچىسى زىرائەتكە تارقىلىپ يەپ كەتتى.

﴿إِذْ نَفَشَتْ فِيهِ غَنَمُ الْقَوْمِ﴾ «قرآن»:ئۆز ۋاقتىدا بىر قوۋمنىڭ قويى كېچىسى زىرائەتنى يەپ (بۇزۇۋەتكەندە).

نَفَشٌ: تىتىلغان يۇڭ، چىچىلغان نەرسە؛ يوچىلىق.

نَفَضَ يَنْفُضُ نَفْضًا الْغُبَارَ: چاڭ-توزاننى قاقتى.

نَفَضَ الثَّوْبَ وَنَحْوَهُ: كىيىم ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى قاقتى.

نَفَضَ الشَّجَرَ: دەرەخنى ئىرغىتتى.

نَفَضَتْهُ الْحُمَّى: بەزگەك ئۇنى تىترەتتى.

نَفَضَ عَنْهُ غُبَارَ الْكَسَلِ: تېتىكلەشتى، جانلاندى.

نَفَضَ يَدَهُ مِنْ فُلَانٍ: ئۈمىدسىزلەندى.

نَفَضَ يَدَهُ مِنَ الْأَمْرِ: ئىشتىن قول ئۈزدى.

نَفَضٌ: دەرەخ تۆۋىگە تۆكۈلۈپ قالغان غازاڭ، مېۋە قاتارلىقلار.

نَفِطَ يَنْفَطُ نَفَطًا وَنَفْطًا يَدُهُ: ئۇنىڭ قولى قاپاردى.

«نَفِطَتْ يَدَا الْبَنَّاءِ»:تامچىنىڭ ئىككى قولى قاپاردى.

نَفْطٌ: قاپارماق، قاپىرىپ قالماق.

نَفْطٌ / نِفْطٌ: نېفىت.

نَفْطَةٌ: ئاچچىق يامان، قىپقىزىل، تىرىككەك، سەپرا مىجەز.

نَفْطِيٌّ: نېفىتكە مۇناسىۋەتلىك.

«مِصْبَاحٌ نَفْطِيٌّ»: كىرسىن چىراغ.

«شِرْكَةٌ نَفْطِيَّةٌ»: نېفىت شىركىتى.

نَفَعَ يَنْفَعُ نَفْعًا: مەنپەئەت بەردى، پايدا بەردى.

﴿وَأَمَّا مَا يَنْفَعُ النَّاسَ فَيَمْكُثُ فِي الْأَرْضِ﴾ «قرآن»: ئىنسانلارغا پايدىلىق نەرسە زېمىندا قېلىپ قالىدۇ.

نَفْعٌ: پايدا بەرمەك، پايدا، مەنپەئەت، ئۈنۈم، نەتىجە، رول، تەسىر.

«لَا يُجْدِي نَفْعًا:»: پايدا بەرمەيدۇ.

أَجْدَى نَفْعًا: پايدا بەردى.

«النَّفْعُ الْعَامّ»: ئاممىۋى پاراۋانلىق، جامائەت مەنپەئىتى.

النَّفْعُ الْمُتَبَادَلُ: ئۆزئارا مەنپەئەت يەتكۈزۈش.

نَفْعِيٌّ: ئۆز كۈچىگە تايىنىپ ئىش كۆرگۈچى،

مەنپەئەتپەرەس.

نَفْعِيَّةٌ: مەنپەئەتپەرەسلىك، پايدىغا ئىنتىلىش.

نَفَّ يَنُفّ نَفًّا ـــ السَّوِيقَ وَنَحْوَهُ: تالقان ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنى چاچتى.

نَفَّ الْأَرْضَ: يەرگە ئۇرۇق چاچتى (سالدى).

نَفَّ يَنِفّ نَفًّا الشَّخْصُ: مىشقىردى.

نَفَّاثٌ ج نَفَّاثُونَ: سېھىرگەر، جادۇگەر.

نَفَّاثَةٌ ج نَفَّاثَاتٌ: سېھىرگەر.

﴿وَمِن شَرِّ النَّفَّاثَاتِ فِي الْعُقَدِ﴾ «قۇرئان»:... تۈگۈنلەرگە دەم سالغۇچى سېھىرگەرلەرنىڭ شەررىدىن (پاناھ تىلەيمەن دېگىن).

طَائِرَةٌ نَفَّاثَةٌ: رېئاكتىپ ئايروپىلان.

نَفَّاجٌ: ئۆزىدە يوق نەرسە بىلەن پەخىرلەنگۈچى، قۇرۇق سۆلەت، پوچى.

نُفَاخٌ: كېسەللىك ئىششىقى.

«نُفَاخُ الْحَنَكِ»: تاڭلاي ئىششىقى.

«نُفَاخُ الرِّجْلِ»: پۇت ئىششىقى.

نُفَاخَةٌ ج نُفَاخَاتٌ: كۆپۈك، سوبۇن كۆپۈكچىسى، ماغزاپ، ئويۇنچۇق شار.

نَفَّاطٌ ج نَفَّاطُونَ وَنَفَّاطَةٌ: نېفت ئىشلەپچىقارغۇچى؛ نېفت ساتقۇچى.

نَفَّاطَةٌ ج نَفَّاطَاتٌ: سۇلۇق قاپارتقۇ؛ نېفت ئىشلەپچىقىرىش ئورنى، رايونى، نېفىتلىك.

«بِيَدِهِ نَفَّاطَةٌ»: ئۇنىڭ قولىدا سۇلۇق قاپارتقۇ بار.

نَفَّخَ يُنَفِّخُ تَنْفِيخًا: قاتتىق پۈۋلىدى.

نَفَّذَ يُنَفِّذُ تَنْفِيذًا الْحُكْمَ: ھۆكۈمنى ئەمەلگە ئاشۇردى، ئىجرا قىلدى.

نَفَّذَ الْأَمْرَ: ئىشنى بېجىردى.

«نَفَّذَ الْمَشْرُوعَ حَسْبَ الْخُطَّةِ»: ئىشنى پىلان بويىچە ئورۇنلىدى.

نَفَّرَ يُنَفِّرُ تَنْفِيرًا: قورقۇتۇۋەتتى، چۆچۈتۈۋەتتى، ئۈركۈتىۋەتتى، قاچۇرۇۋەتتى.

«نَفَّرَهُ مِنْ بِلَادِهِ»: يۇرتىدىن بىزار قىلىۋەتتى.

«نَفَّرَ الدَّابَّةَ مِنَ الرَّعْيِ»: مالنى ئوتلاقتىن ئۈركۈتىۋەتتى.

نَفَّسَ يُنَفِّسُ تَنْفِيسًا عَنْهُ: شادلاندۇردى.

نَفَّسَ عَنْهُ هَمَّهُ: ھال سورىدى، تەسەللى بەردى، كۆڭلىنى يوپۇتتى.

نَفَّشَ يُنَفِّشُ تَنْفِيشًا: تارىدى، تىتتى، رەتلىدى.

نَفَّضَ يُنَفِّضُ تَنْفِيضًا: سىلكىدى، ئىرغىتتى.

نَفَّعَ يُنَفِّعُ تَنْفِيعًا: پايدىلاندۇردى، مەنپەئەتلەندۇردى، پايدا يەتكۈزدى.

«نَفَّعَهُ بِاسْتِغْلَالِ ضَيْعَتِهِ»: ئۇنىڭ زېمىنىدىن پايدىلاندۇردى.

نَفَّقَ يُنَفِّقُ تَنْفِيقًا السِّلْعَةَ: مالنى ئوبوروت قىلدى، تېز ئايلاندۇردى.

نَفَّلَ يُنَفِّلُ تَنْفِيلًا الشَّخْصَ: كىشىگە ئۇنىڭ تېگىشلىك ئۈلۈشىدىن ئارتۇق بەردى.

«نَفَّلُوا كَبِيرَهُمْ»: ئۇلار كاتتىسىغا سوۋغا بەردى.

نَفَقَ يَنْفُقُ نَفْقًا الشَّيْءُ: تۈگىدى.

«نَفَقَ الزَّادُ»: ئوزۇق تۈگىدى.

«نَفَقَ الدَّرَاهِمُ»: پۇل قالمىدى.

نَفَقَ يَنْفُقُ نَفَاقًا الْبِضَاعَةُ: مال بازار تاپتى، مالنىڭ بازىرى چىقتى.

«نَفَقَتِ السِّلْعَةُ»: مال بازار تاپتى.

نَفَقَتِ الْمَرْأَةُ: ئايالغا لايىق كۆپ چىقتى.

نَفَقَ يَنْفُقُ نُفُوقًا الدَّابَّةُ: ئات ـ ئۇلاغ ئۆلدى.

نَفِقَ الْجُرْحُ: يارا قاتتى.

نَفَقٌ ج أَنْفَاقٌ: تونىل، يەر ئاستى يولى.

«نَفَقُ الْقِطَارِ»: پويىز تونىلى.

«أَنْفَاقُ الْمِتْرُوْ تَحْتَ الْأَرْضِ»: مېتروننىڭ يەر ئاستى تونىللىرى (يوللىرى).

نَفَقَةٌ ج نَفَقَاتٌ: نەپەقە، چىقىم، خىراجەت، راسخوت، ئەرنىڭ ئايالىغا بېرىدىغان

ئۆمىدسىزلىنىپ كېتىدۇ.

يَبَابٌ: خارابە، خارابىلىك.

أَرْضٌ يَبَابٌ: چۆللۈك.

دَارٌ يَبَابٌ: خارابلاشقان قورۇ.

حَوْضٌ يَبَابٌ: قۇرۇپ كەتكەن كۆل.

يَبَّسَ يُبَيِّسُ تَيْبِيسًا الشَّيْءَ: نەرسىنى قۇرۇتتى.

يَبِّسَ الْخَزَفَ: ساپالنى پىشۇردى.

يَبِسَ يَيْبَسُ وَ يَيْبِسُ يُبْسًا وَ يَبْسًا وَ يُبُوسَةً الشَّيْءُ: قۇرۇدى، قۇرۇپ كەتتى.

يَبْسٌ . يَبَسٌ . يُبْسٌ: قۇرۇق، قۇرغاق.

﴿فَاضْرِبْ لَهُمْ طَرِيْقًا فِي الْبَحْرِ يَبَسًا﴾ «قرآن»: سەن (ھاساڭنى) دېڭىزغا ئۇرۇپ، ئۇلارغا بىر قۇرۇق يول ئېچىپ بەرگىن.

يَبُوسَةٌ: قۇرۇق، قۇرغاق.

يَتَّمَ يُيَتِّمُ تَيْتِيمًا الْوَلَدَ: بالىنى يېتىم قىلدى، يېتىم قالدۇردى.

يَتَمَ يَيْتِمُ وَ يَتِمَ يَيْتَمُ وَ يَتُمَ يَيْتُمُ يُتْمًا وَ يَتْمًا الْوَلَدُ: بالا يېتىم بولدى، يېتىم قالدى.

يُتْمٌ . يَتْمٌ: يېتىملىق، غېرىبلىق، غېرىپ ـ مىسكىنلىك.

يَتَنَ يَيْتَنُ يَتْنًا — تِ الْمَرْأَةُ: بالا تۆغۇلۇشتا تەتۈر كېلىپ قالدى.

يَتِيمٌ ج أَيْتَامٌ وَ يَتَامَى وَ مَيْتَمَةٌ وَ يَتَمَةٌ وَ يَتَائِمُ: يېتىم، مىسلىسىز، تەڭداشسىز، بىردىنبىر، يېگانە.

﴿فَأَمَّا الْيَتِيمَ فَلَاتَقْهَرْ﴾ «قرآن»: يېتىمنى خارلىما.

يَتِيمُ الْأَبِ: دادىسى يوق بالا.

يَتِيمُ الْأُمِّ: ئانىسى يوق بالا.

يَتِيمٌ لَطِيمٌ: ئاتا ـ ئانىسى يوق بالا.

بَلَدٌ يَتِيمٌ: يالغۇز شەھەر.

دُرَّةٌ يَتِيمَةٌ: تەڭدىشى يوق گۆھەر.

نُسْخَةٌ يَتِيمَةٌ: بىرلا نۇسخا، يەككە نۇسخا، يالغۇز نۇسخا، بىردىنبىر نۇسخا، قىممەتلىك نۇسخا.

دَارُ الْأَيْتَامِ: دارىلئىتام، دارىلئاجىزىن.

يَثْرِبُ: مەدىنە مۇنەۋۋەرە.

يَثْمُومٌ: كۆمەك (شالىنىڭ ئوتى).

يَحْبُورٌ: خۇشاللۇق، شادلىق، مەمنۇنلۇق، رازىمەنلىك.

يَحْمُورٌ: قىزىل، قىزىل رەڭلىك؛ ئاققۇيرۇق، بۆكەن، غاز؛ قۇلان، ياۋا ئېشەك.

يَحْمُومٌ: قارا، قارا نەرسە، قارا رەڭلىك نەرسە، ناھايىتى قارا، تۇم قارا، قاپقارا؛ ئىس، تۈتۈن، قۇرۇم، كۈيە، دۈت.

يَخْتٌ ج يُخُوتٌ وَ يَخْتَاتٌ: سەيلە ـ ساياھەت كېمىسى.

يَخْتٌ شِرَاعِيٌّ: يەلكەنلىك كېمە.

يَخْتٌ بُخَارِيٌّ: موتورلۇق كېمە.

نَادِي الْيَخْتِ: ساياھەت كېمە كۇلۇبى، ساياھەت كېمە يىغىنى.

يَخْضُورٌ ج يَخَاضِيرُ: خلوروفىل (ئۆسۈملۈك تېپىدىكى يېشىللىق ماددىسى).

يَدَى يَدِي يَدْيًا الرَّجُلَ: كىشىنىڭ قولى ئاغرىپ قالدى.

يَدٌ ج الْأَيْدِى وَ الْيَدِيّ جج الْأَيَادِي . مث يَدَانِ: قول، ئالقان.

يَدٌ بَيْضَاءُ: ساخاۋەت، ياخشىلىق، ئىلتىپات، شەپقەت، مەرھەمەت، ۋاپا، مېھىر ـ شەپقەت.

يَدُ الشَّيْءِ: ئاساس، تۇتقا، ساپاق، ساپ، دەستە، تۇتقۇچ.

يَدٌ مَفْتُوحَةٌ: سېخىي، مەرد، قولى ئوچۇق.

يَدٌ نَاسِفَةٌ: پىخسىق، پىششىق، بېخىل.

الْيَدُ الْعَامِلَةُ / الْأَيْدِي الْعَامِلَةُ: ئەمگەك كۈچى، ئەمگەك ئىقتىدارى.

أَخَذَ بِيَدِهِ: ئۇنى يېتىلەپ ماڭدى، قىزىقتۇردى،

رىغبەتلەندۈردى.

سَاعَةُ يَدٍ: قول سائىتى.

قُنْبُلَةُ يَدٍ: گرانات، قول بومبىسى.

عَرَبَةُ يَدٍ: غالتەك، قول هارۋىسى.

مَصْنُوعٌ بِالْيَدِ: قول هۈنىرى، قول ئىشى، قولدا ياسالغان، هۈنەرۋەنچىلىك، قول سانائەت، قول هۈنەرۋەنچىلىك.

فِي الْيَدِ: قولدا، ياندا، چاڭگىلىدا.

تَحْتَ الْيَدِ: مەۋجۇت، هازىر بار.

فِي مُتَنَاوَلِ يَدِهِ: قولىدا، ياندا، چاڭگىلىدا، ئالقىنىدا.

تَحْتَ يَدِهِ: هوقۇق دائىرىسى ئىچىدە.

بَيْنَ يَدَيْهِ: ئالدىدا، هوزۇرىدا.

يَدُهُ طَوِيلَةٌ: ئوغرى، قولى ئەگرى.

يَدُهُ قَصِيرَةٌ: قولى قىسقا، قابىلىيەتسىز.

«أَعْطَاهُ مَالًا عَنْ ظَهْرِ يَدٍ»: ئۇنىڭغا خالىسانە مال بەردى.

«أَعْطَى الْجِزْيَةَ عَنْ يَدٍ»: تەسلىم بولۇپ جىزيە بەردى، خورلۇق بىلەن جىزيە بەردى.

رَفَعَ يَدَهُ عَلَيْهِ: ئۇنى ئۇرۇشقا ئورۇندى.

رَفَعَ يَدَهُ عَنْهُ: تەرك ئەتتى، ئۆز مەيلىگە قويۇۋەتتى.

سُقِطَ فِي يَدِهِ: پۇشايمان قىلدى.

سِيَاسَةُ الْيَدِ الْمَمْدُودَةِ: باشقىلار بىلەن هەمكارلىشىش سىياسىتى.

طَلَبَ يَدَ الْفَتَاةِ: قىزنى ئېلىشقا تەلەپ قويدى، قىزغا ئەلچى كىرگۈزدى.

طَوِيلُ الْيَدِ: سېخىي، مەرد.

الْيَدُ الْعُلْيَا: بەرگۈچى قول.

اَلْيَدُ السُّفْلَى: ئالغۇچى قول.

«اَلْيَدُ الْعُلْيَا خَيْرٌ مِنَ الْيَدِ السُّفْلَى» «حديث»: بەرگۈچى قول ئالغۇچى قولدىن ياخشى.

غُلَّتْ يَدَاهُ: تەسەررۇپ قىلىشتىن ئاجىز كەلدى.

لَهُ الْيَدُ الطُّولَى: ئۇ چوڭ تەسىرگە ئىگە.

لَهُ الْيَدُ الطُّولَى فِي الْعَيْنِ: ئۇنىڭ بىلىمى ناھايىتى مول.

صِفْرُ الْيَدَيْنِ: قۇرۇق قول.

ضَرَبَ الْقَاضِي عَلَى يَدِهِ: قازى ئۇنى تەسەررۇپ قىلىشتىن توسۇدى.

بَاعَهُ يَدًا بِيَدٍ: نەق ساتتى.

«بَقِيَ مَكْتُوفَ الْيَدَيْنِ»: ئاجىز هالغا چۈشۈپ قالدى.

حَقِيبَةُ يَدٍ: قول سومكىسى.

ذَهَبُوا أَيْدِي سَبَا: ئۇلار تىرىپىرەن بولۇپ كەتتى، چېچىلىپ كەتتى، تارقىلىپ كەتتى.

صَاحِبُ الْأَيَادِي الْبِيضِ (اَلْبَيْضَاءِ): ۋاپادار، شەپقەتچى، شاپائەتچى، مەرھەمەت قىلغۇچى، ساخاۋەتچى، سەدىقە بەرگۈچى.

يَدَوِيٌّ: قولنىڭ، قول سانائىتىنىڭ، قول هۈنەرۋەنچىلىك بىلەن ئىشلەنگەن.

شُغْلٌ يَدَوِيٌّ: قول هۈنىرى، قول ئىشى، هۈنەرۋەنچىلىك، قول سانائەت، قول هۈنەرۋەنچىلىك.

صِنَاعَةٌ يَدَوِيَّةٌ: قول سانائەت، قول هۈنەرۋەنچىلىك.

يَدِيٌّ: قولغا مەنسۇپ، قول بىلەن ئىشلەنگەن.

يَرَاعٌ. يَرَاعَةٌ: قومۇش، قومۇش قەلەم؛ پارقىراق قوڭغۇز، يالتىراق قوڭغۇز.

كَتَبَ التِّلْمِيذُ بِالْيَرَاعِ: قومۇش قەلەم بىلەن يازدى.

صَحَفِيٌّ ذُو يَرَاعٍ سَيَّالٍ: قەلىمى ئۆتكۈر ژۇرنالىست.

يَرَاعَةٌ: نەي، قومۇش، قەلەم؛ ئەخمەق، قورقۇنچاق.

يَرْبُوعٌ ج يَرَابِيعُ: ئوچار چاشقان، شەيەرەك، يالمانتاقتاق.

يَرِعَ يَيْرَعُ يَرَعًا وَ يَرَاعَةً: قورقۇنچاق بولدى، يۈرەكسىز بولدى، قورقۇنچاقلىق قىلدى، توخۇ يۈرەك بولدى.

يَرْقَانٌ: قۇرۇپ سولىشىش كېسىلى؛ قورچىاق (هاشارات بالىسىنىڭ هاشارات بولۇپ يېتىلىش ئالدىدىكى ۋاقتى).

يَرَقَانُ الْإِنْسَانِ: سېرىق چۈشۈش كېسىلى، سېرىقلىق كېسىلى، هال كېسىلى.

يَزِيْدِيَّةٌ: يەزىيدىيە مەزھىپى، شىئە مەزھىپىنىڭ بىر قىسمى.

يِسْ: تىرا! خىت! چۇ! ۋو-ۋو، يى-يى!

يَسَارٌ ج يُسُرٌ وَ يُسْرٌ: سول قول، سول تەرەپ، سول.

«قَعَدَ أَخُوهُ يَمِيْنًا وَ قَعَدَ هُوَ يَسَارًا»: قېرىندىشى ئوڭ تەرەپتە، ئۆزى سول تەرەپتە ئولتۇردى.

لِلْيَسَارِ انْظُرْ: سولغا قارا، سولغا بۇرۇل.

أَحْزَابُ الْيَسَارِ: سولچىل پارتىيىلەر.

اَلْيَسَارُ الْمُتَطَرِّفُ: چېكىدىن ئاشقان سولچىللىق.

أَهْلُ الْيَسَارِ: سول قانات.

عُضْوُ الْيَسَارِ: زاسىداتېل.

يَسَارٌ. يَسَارَةٌ: ئاسانلىق، بايلىق.

ذُو الْيَسَارِ: باي، هاللىق، توق، پاراۋان، باياشات.

«يَسَارُ الْعَمَلِ شَجَّعَنِي عَلَى قَبُولِهِ»: ئىشنىڭ ئاسانلىقى ئۇنى قىلىشىمغا ئىلھاملاندۇردى.

«يَسَارُ التُّجَّارِ وَالْفَلَّاحِيْنَ»: سودىگەر ۋە دېھقانلارنىڭ بايلىقى.

يَسَارِيٌّ: سولچىللىق، سول قانات، سول قاناتلىق، سولنىڭ، سول تەرەپنىڭ.

مَقْعَدٌ يَسَارِيٌّ فِي الْقَاعَةِ: زالنىڭ سول تەرىپىدىكى ئورۇن.

يَسَارِيَّةٌ: سولچىل.

شِعَارَاتٌ يَسَارِيَّةٌ: سولچىللىق شوئارلىرى.

«نَجَحَ الْيَسَارِيُّونَ فِي الْإِنْتِخَابَاتِ»: سولچىلار سايلامدا غەلىبە قىلدى.

سِيَاسَةُ الْيَسَارِيِّيْنَ: سولچىللار سىياسىتى.

يَسَرَ يَيْسِرُ يَسْرًا الشَّيْءُ: ئاسان بولدى.

يَسَرَ الْحَيَوَانُ: هايۋان كۆندى، ياۋاش بولدى.

يَسَرَ الْحِصَانُ لِرَاكِبِهِ: ئات مىنگۈچىگە بويسۇندى.

يَسَرَتْ وِلَادَةُ الْمَرْأَةِ: ئايالنىڭ تۇغۇتى ئاسان بولدى.

يَسَرَ الشَّخْصُ: قىمار ئوينىدى.

يَسَرَةٌ: سول تەرەپتىن كەلدى.

يَسِرَ يَيْسَرُ يَسَرًا الشَّخْصُ: باي بولدى، پۇلدار بولدى.

«يَسِرَتْ حَالُهُ بَعْدَ الْفَقْرِ وَالْعُسْرِ»: نامراتلىقتىن كېيىن بېيىپ قالدى.

يَسُرَ يَيْسُرُ يُسْرًا يَسَارَةً: ئاسان بولدى، قولاي بولدى، ئوڭاي بولدى.

يَسُرَ مَالُهُ: مېلى ئاز بولدى.

يُسْرٌ ج أَيْسَارٌ: ئاسان، ئوڭاي.

يُسْرٌ: ئاسانلىق، بايلىق.

﴿يُرِيْدُ اللهُ بِكُمُ الْيُسْرَ وَلَايُرِيْدُ بِكُمُ الْعُسْرَ﴾ «قرآن»: ئاللاھ سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ.

«هُوَ فِي يُسْرٍ وَ بُحْبُوحَةٍ فِي الْعَيْشِ»: ئۇ باي ۋە تۇرمۇشى پاراۋان.

يُسْرَى ج يُسْرَيَاتٌ: سول قول.

الْجِهَةُ الْيُسْرَى: سول تەرەپ.

اَلْيَدُ الْيُسْرَى: سول قول.

يَسَّرَ يُيَسِّرُ تَيْسِيْرًا الشَّيْءَ: ئاسانلاشتۇردى، ئاسانلاشتۇرۇپ بەردى، قولايلىق يارىتىپ بەردى.

«يَسِّرُوا وَلَاتُعَسِّرُوا» «حديث»: ئاسانلاشتۇرۇڭلار، قىيىنلاشتۇرماڭلار.

﴿رَبِّ اشْرَحْ لِي صَدْرِي وَيَسِّرْ لِي أَمْرِي﴾ ‹قرآن›: پەرۋەردىگارىم، مېنىڭ قەلبىمنى كەڭ قىلغىن، مېنىڭ ئىشىمنى ئاسانلاشتۇرغىن.

«وَمَنْ يَسَّرَ عَلَى مُعْسِرٍ يَسَّرَ اللهُ عَلَيْهِ فِي الدُّنْيَا وَالْآخِرَةِ» ‹حديث›: كىمكى قىيىنچىلىقى بار قەرزدارغا كەڭچىلىك قىلسا، ئاللاھ ئۇنىڭغا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئاسانلىق بېرىدۇ.

يَسْمِين: ياسمەن.

يَسْمِين أَبْيَض: ئاق ياسمەن گۈلى.

يَسُوع: خرىستوس، ئىيسا.

يَسُوعُ الْمَسِيح: خرىستىئان دىنى.

يَسُوعِيٌّ ج يَسُوعِيَّةٌ: خرىستىئان دىنى جەمئىيىتىنىڭ ئەزاسى.

يَسِير: ئاسان، ئوڭاي، قۇلاي.

﴿وَكَانَ ذَالِكَ عَلَى اللهِ يَسِيرًا﴾ ‹قرآن›: بۇ ئاللاھقا ئاساندۇر.

اخْتِلَافَاتٌ يَسِيرَةٌ: ئازغىنە ئىختىلاپلار.

يَشْب: زۇمرەت.

يَشْف: زۇمرەت.

يَشْم: قاشتاش.

يَصْب: زۇمرەت.

يَصْف: زۇمرەت.

يَعْبُوب ج يَعَابِيب: جەددىي ئېقىن، ئىتتىك ئېقىن، تاشقىن، قىيان، كەلكۈن، سەل، دولقۇن؛ ئۆستەڭ، بۇلۇت، يۈگۈرۈك ئات.

يَعْسُوب ج يَعَاسِيب: ھەسەل ھەرىسىنىڭ ئەركىكى، ھەسەل ھەرىسىنىڭ پادىشاھى، يېگىناغۇچ.

يَعْسُوبُ الْقَوْم: قوۋمنىڭ باشلىقى.

يَعْفُور ج يَعَافِير: ئېيار كېيىكى، ياۋا كالا موزىيى، كېيىكنىڭ بىر قىسمى.

يَعْقُوب: ئەركەك كەكلىك.

يَعُوق: نوھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قوۋمىنىڭ بۇتىنىڭ نامى.

يَغَّمَ يُيَغِّمُ تَغْيِيمًا الشَّيْءَ: بۇلىدى، بۇلاڭچىلىق قىلدى، تالان-تاراج قىلدى، تارتىۋالدى، بۇلىۋالدى.

يَغْمَة: غەنىيمەت، ئولجا، پايدا.

يَفَاع ج يُفُوع: ئېگىزلىك، چوققا، تۆپىلىك، دۆڭ.

يَفَاع ج أَيْفَاع: بالاغەتكە يەتكۈچى، كۆيلەش مەزگىلىگە يېقىنلاشقۇچى.

يَفَخَ يَيْفَخُ يَفْخًا فُلَانًا: پالانىنىڭ چوققىسىغا ئۇردى، باش چوققىسىغا ئۇردى.

يَفْطَة ج يُفَط و يَفْطَات: ۋىۋىسكا.

يَفْطَةُ الْبَاب: ئىشىك نومۇرى.

يَفْطَةُ الطَّرْدِ وَأَمْثَالِهَا: ماركا، تامغا، بەلگە، ئەن.

يَفَعَ يَيْفَعُ يَفْعًا و يُفُوعًا الْغُلَامُ: بالا بالاغەتكە يەتتى.

يَفَعَ الشَّيْءُ: نەرسە ئۆرلىدى، ئېگىزلىدى.

يَفَع: ئېگىزلىك، تۆپىلىك.

يَفَع ج أَيْفَاع: بالاغەتكە يېقىنلاشقان يىگىت.

يَفَعَة: كۆيلەش مەزگىلىنىڭ دەسلەپكى باسقۇچىغا قەدەم قويغان ياش، توشقان ياش، بالاغەتكە يەتكەن ياش.

يَفُوخ ج يَوَافِيخ: چوققا، باش چوققىسى، لىغىلداق (بالىلارنىڭ بېشىدىكى).

يَفُور: بۇلدۇقلاپ تاشقۇچى؛ ئالدىراڭغۇ، جىبىلخور، قىزىققاق.

يَقْطِين: كاۋا، ئەنجان كاۋىسى.

﴿وَأَنْبَتْنَا عَلَيْهِ شَجَرَةً مِنْ يَقْطِينٍ﴾ ‹قرآن›: ئۇنىڭ ئۈستىگە بىر تۈپ كاۋىنى ئۆستۈرۈپ بەردۇق.

يَقِظَ يَيْقَظُ يَقَظًا و يَقِظَ يَيْقِظُ يَقَاظَةً: ئويغاندى، ئويقۇ ئېچىلدى، ئويغاق تۇردى، يېشىلدى، ھوشىغا كەلدى.

يَقِظَ إِلَى...: دىققەت قىلدى، پەخەس بولدى،

ئېهتىيات قىلدى.

«يَقِظَ بَعْدَ نَوْمٍ عَمِيقٍ»: قاتتىق ئۇيقۇدىن ئويغاندى.

«يَقِظَ الْقَاضِي إِلَى أَسْرَارِ الْقَضِيَّةِ»: سوتچى ئەنزىنىڭ مەخپىي تەرەپلىرىنى بىلىپ قالدى.

«يَيْقَظُ التِّلْمِيذُ إِلَى دَرْسِ الرِّيَاضِيَّاتِ»: ئوقۇغۇچى ماتېماتىكا دەرسىگە كۆڭۈل بۆلىدۇ.

يَقْظٌ وَ يَقُظٌ وَ يَقْظَانُ ج أَيْقَاظٌ م يَقْظَى ج يَقَاظَى: ئويغاق، سەزگۈر، سەگەك، ھوشيار، ئېهتىياتچان، دىققەت قىلغۇچى.

ذَكِيَّةٌ يَقْظَى إِلَى خَفَايَا الْأُمُورِ: ئىشنىڭ تېگى - تەكتىگە يېتىدىغان ئەقىللىق ئايال.

يَقْظَانِ مِنَ النَّوْمِ: ئۇيقۇدىن ئويغانغۇچى.

أَبُوالْيَقْظَانِ: خوراز.

يَقْظَةٌ: يېشىلمەك، ھوشىغا كەلمەك، ئويغانماق، ئۇيقۇ ئېچىلماق، ئويغاق تۇرماق.

يَقَقٌ: خورما قاتارلىقلارنىڭ يىلىمى؛ پاختا.

أَبْيَضُ يَقَقٌ: ئاپئاق، قاردەك ئاپئاق.

يَقَّظَ يُيَقِّظُ تَيْقِيظًا: ئويغاتتى، ھوشىغا كەلتۈردى، ئۇيقۇسىنى ئاچتى.

يَقَّظَهُ: ھەرىكەتلەندۈردى، قوزغىدى؛ ئاگاھلاندۇردى.

يَقِنَ يَيْقَنُ يَقْنًا وَ يَقَنًا الْأَمْرَ: ھەقىقىي بىلدى، ھەقىقىي ئىشەندى.

يَقِنَ الْأَمْرُ: ئىش ئايدىڭ بولدى.

«يَقِنَ لِيَ أَنَّهُ غَادَرَ الْقَرْيَةَ عِنْدَ الْفَجْرِ»: ئۇنىڭ تاڭ يورۇقىدا يېزىدىن ئايرىلغانلىقى ماڭا ئېنىق بولدى.

يَقِنَ الْخَبَرَ: خەۋەرگە ھەقىقىي ئىشەندى.

يَقَّنٌ . يَقْنٌ . يَقِنٌ . يَقُنٌ م يَقَنَةٌ: ھەقىقىي چۈشەنمەك، چىنپۈتمەك، چوڭقۇر ئىشەنمەك.

رَجُلٌ يَقِنٌ: ھەقىقىي ئىشەنگۈچى ئادەم، ئېتىقادى مۇستەھكەم كىشى.

يَقِينٌ: ئېنىق، شەكسىز، ھەقىقىي، ھەقىقىي ئىشەنمەك، چىنپۈتمەك، چوڭقۇر ئىشەنمەك.

أَمْرٌ يَقِينٌ: ئېنىق ئىش.

﴿وَاعْبُدْ رَبَّكَ حَتَّى يَأْتِيَكَ الْيَقِينُ﴾ «قرآن»: سەن ئۆزۈڭگە ئۆلۈم كەلگەنگە قەدەر پەرۋەردىگارىڭغا ئىبادەت قىلغىن.

حَقُّ الْيَقِينِ: روشەن پاكىت، شەكسىز ھەقىقەت.

خَبَرُ الْيَقِينِ: ئىشەنچلىك خەۋەر.

أَتَاهُمْ بِالْخَبَرِ الْيَقِينِ: ئۇلارغا ئېنىق خەۋەر ئېلىپ كەلدى.

يَقِينًا أَنَّهُ مُخْطِئٌ: ئۇنىڭ خاتالاشقانلىقى راست.

أَنَا عَلَى يَقِينٍ مِنْ أَنَّ ...: مەن شۇنىڭغا چوڭقۇر ئىشىنىمەنكى....

يَقِينًا: ھەقىقەتەن، راستتىنلا، دەرھەقىقەت، شەك ـ شۈبھىسىز.

يَقِينِيٌّ ج يَقِينِيَّاتٌ: ئىشەنچلىك، ھەقىقىي.

اَلْعِلْمُ الْيَقِينِيّ: شەكسىز ھەقىقىي بىلىش.

يَمَامٌ الواحدة يَمَامَةٌ ج يَمَامَاتٌ: ياۋا كەپتەر.

يَمَامَةٌ يَتِيمِيٌّ: پاختەك.

يَمَانٍ ج يَمَانُونَ: يەمەننىڭ، يەمەنلىك.

يَمَانِيٌّ: ھىقىق.

حَجَرٌ يَمَانِيٌّ: قىزىل ھەقىق.

يَمَانِيٌّ ج يَمَانِيُّونَ: يەمەننىڭ، يەمەنلىك.

يَمَانِيَّةٌ: قىزىل باشاقلىق ئارپا.

يَمْخُورٌ: ئۇزۇن.

رَجُلٌ يَمْخُورٌ: ئۇزۇنتۇرا ئادەم.

عُنُقٌ يَمْخُورٌ: ئۇزۇن بويۇن.

يُمَّ يُيَمّ يَمًّا الشَّخصُ: دېڭىزغا تاشلىۋېتىلدى.

«يُمَّتْ بَعْضُ الْمَنَازِلِ عَلَى الشَّاطِئِ إِثْرَ الْعَاصِفَةِ»: قاتتىق بوراننىڭ تەسىرىدىن قىرغاقتىكى بەزى ئۆيلەرنى دېڭىز يۇتۇۋەتتى.

يَمٌّ ج يُمُومٌ: دېڭىز؛ ياۋا كەپتەر.

«مَا الدُّنْيَا فِي الْآخِرَةِ إِلَّا مِثْلُ مَا يَجْعَلُ أَحَدُكُمْ إِصْبَعَهُ فِي الْيَمِّ فَلْيَنْظُرْ بِمَ يَرْجِعُ» ‹حديث›: دۇنيانى ئاخىرەتكە سېلىشتۇرغاندا، دۇنيا پەقەت سىلەرنىڭ بارمىقىڭلارنى دېڭىزغا سېلىپ چىقارغاندەك گەپ. بارمىقىنى سۇغا سالغۇچى قاراپ باقسۇنكى، ئۇنىڭ بارمىقىغا قانچىلىك سۇ يۇقىدۇ.

يَمَّمَ يُيَمِّمُ تَيْمِيمًا: باردى، كەتتى، يۈزلەندى.

يَمَّنَ يُيَمِّنُ تَيْمِينًا: ئوڭغا بۇرۇلدى، ئوڭ تەرەپكە ماڭدى، ئوڭ تەرەپكە كەتتى؛ يەمەنگە باردى، يەمەنگە كەتتى.

يَمَنَ يَيْمَنُ وَ يَمِنَ يَيْمَنُ وَ يَمُنَ يَيْمُنُ وَ يُمِنَ يُمْنًا وَ مَيْمَنَةً: بەختلىك بولدى، سائادەتلىك بولدى، تەلەيلىك بولدى، بەخت-سائادەتلىك بولدى، تەلەي ئوڭدىن كەلدى،

يَمَنَ لِ...: بەخت ياراتتى، بەخت ئېلىپ كەلدى، بەختىيار قىلدى، تەلەيلىك قىلدى.

يُمْنٌ: خەيرلىك، قۇتلۇق، بەخت-سائادەت، ياخشىلىق ئالامىتى، ياخشىلىق بەلگىسى، تەلەي.

«دَعَا لَهُ بِالْيُمْنِ لَيْلَةَ زِفَافِهِ»: تويى كېچىسى ئۇنىڭغا بەخت تىلىدى.

«أَعَادَ اللهُ عَلَيْكُمُ الْعِيدَ بِالْيُمْنِ وَالْبَرَكَةِ»: ئاللاھ سىلەرنىڭ ھېيتىڭلارنى قۇتلۇق ۋە بەرىكەتلىك قىلسۇن.

يَمَنٌ . يَمْنَةٌ: ئوڭ ، ئوڭ تەرەپ، ئوڭ ياق.

بِلَادُ الْيَمَنِ: يەمەن.

بُنُّ الْيَمَنِ: قەھۋە.

يَمَنِيٌّ ج يَمَنِيُّونَ: يەمەنلىك، يەمەننىڭ.

يُمْنَى ج يُمْنَيَاتٌ: ئوڭ قول.

اَلْجِهَةُ الْيُمْنَى: ئوڭ تەرەپ، ئوڭ ياق.

«كَانَتْ يَدُ رَسُولِ اللهِ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ الْيُمْنَى لِطَهُورِهِ وَطَعَامِهِ» ‹حديث›: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاھارەت ئالغاندا، تاماق يېگەندە ئوڭ قولنى ئىشلىتەتتى.

يَمِينٌ ج يَمِينَاتٌ وَ أَيْمَانٌ وَ أَيْمُنٌ وَ أَيَامِنُ وَ أَيَامِينُ: ئوڭ، ئوڭ تەرەپ، ئوڭ ياق، ئوڭ قول؛ قەسەم، قەسەم سۆزى، ئىتتىپاقداش؛ ئەھدە.

«كَانَ يَجْعَلُ يَمِينَهُ لِطَعَامِهِ وَ شَرَابِهِ وَ ثِيَابِهِ» ‹حديث›: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماق يېگەندە، سۇ ئىچكەندە، كىيىم كىيگەندە ئوڭ قولنى ئىشلىتەتتى.

يَمِينُ اللَّغْوِ: بىھۇدە قەسەم، ئىناۋەتسىز قەسەم.

يَمِينٌ حَاسِمَةٌ: قەتئىي قەسەم.

«الْكَبَائِرُ: اَلْإِشْرَاكُ بِاللهِ وَعُقُوقُ الْوَالِدَيْنِ وَقَتْلُ النَّفْسِ وَالْيَمِينُ الْغَمُوسُ ...» ‹حديث›: چوڭ گۇناھلار: ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش، ئاتا-ئانىنى قاقشىتىش، ئادەم ئۆلتۈرۈش ۋە يالغان قەسەم قىلىش ...

عُضْوُ الْيَمِينِ: زاسىداتېل.

يَمِينٌ غَلِيظَةٌ: بۇزۇلماس ۋەدە، ئايرىلماس دوستلۇق.

أَدَّى الْيَمِينَ . حَلَفَ الْيَمِينَ: قەسەمياد قىلدى، قەسەم قىلدى، قەسەم بەردى.

إِلَى الْيَمِينِ دُرْ: ئوڭغا بۇرۇل.

يَمِينًا وَشِمَالًا: ئوڭغا ۋە سولغا.

يَمِينُ الْوَلَاءِ وَالْإِخْلَاصِ: ساداقەتلىك، ئىتتىپاقداشلىق ئەھدى.

يَمِينٌ كَاذِبَةٌ: يالغان قەسەم.

أَدَّى الْيَمِينَ الدُّسْتُورِيَّةَ أَمَامَ الرَّئِيسِ: دۆلەت رەئىسى ئالدىدا قەسەم بېرىپ ۋەزىپە تاپشۇرۇۋالدى.

هُوَ عِنْدَنَا بِالْيَمِينِ: ئۇ بىزنىڭ نەزىرىمىزدە ئورنى بار ئادەم.

مَامَلَكَتْ يَمِينُهُ: ئۇنىڭ مال-مۈلكى، ئۇنىڭ

ئىگىدارچىلىقىدىكى نەرسىلەر.

يَمِيْنُ اللهِ لَا أَفْعَلُ كَذَا: ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، بۇ ئىشنى قىلمايمەن.

يَمِيْنًا: ئوڭ تەرەپتە، ئوڭ ياقتا، ئوڭدىن.

يَمِيْنِيٌّ: ئوڭنىلىك، ئوڭ تەرەپنىلىك، ئوڭ ياقنىلىك، ئوڭچىل.

اَلْإِنْتِهَازِيَّةُ الْيَمِيْنِيَّةُ: ئوڭچىل، ئوپپورتونىزم.

أَصْحَابُ الْإِنْحِرَافِ الْيَمِيْنِيَّةِ: ئوڭچىل ئۇنسۇرلار، ئوڭچىل گۇرۇھلار، ئوڭ تەرەپكە ئېغىپ كەتكۈچىلەر.

دَوْرَةٌ يَمِيْنِيَّةٌ: ئوڭ قانات، ئوڭچىللىق، ئوڭغا مايىل.

آرَاءٌ يَمِيْنِيَّةٌ: ئوڭچىل خاھىشلار.

«عَدَدُ الْيَمِيْنِيِّيْنَ فِي الْبَرْلَمَانِ يَفُوقُ عَدَدَ الْيَسَارِيِّيْنَ»: پارلامېنتتا ئوڭچىللارنىڭ سانى سولچىللارنىڭكىدىن ئارتۇق.

يَنَايِرُ: يانۋار، 1 ـ ئاي.

يَنْبُوعٌ ج يَنَابِيْعُ: بۇلاق.

﴿حَتَّى تَفْجُرَ لَنَا مِنَ الْأَرْضِ يَنْبُوعًا﴾ «قرآن»: «تاكى سەن بىزگە يەر ئاستىدىن بىر بۇلاقنى ئېتىلدۇرۇپ چىقارمىغۇچە».

يَنْسُونُ: شاكال بەدىيان.

يَنَعَ يَيْنَعُ وَ يَيْنِعُ يَنْعًا وَ يُنْعًا وَ يُنُوعًا: پىشتى، يېتىلدى، تەييار بولدى.

يَنَعَ الْبَلَحُ: خورما پىشتى.

يَنِيْعٌ: پىشقان، يېتىلگەن؛ قىزىل، قىپقىزىل.

يَهْفُوفٌ: ئەقلى قىسقا، بەڭگىلتەك، قورقۇنچاق، چۆل ـ جەزىرە، تاش يۈرەك.

يَهِمَ يَيْهَمُ يَهَمًا: ئەقلىدىن ئازدى، ئەس ـ ھوشىنى يوقاتتى.

اَلْيَهْمَاءُ: سۇسىز، ئوت ـ چۆپسىز قاراڭغۇ جاڭگال.

يَهُودِيٌّ ج يَهُودٌ: يەھۇدىي، يەھۇدىينىڭ، يەھۇدىي مىللىتىگە مەنسۇپ ئادەم.

يَهُودِيَّةٌ: يەھۇدىي ئايال، يەھۇدىي مىللىتى.

اَلْيَهُودِيَّةُ: يەھۇدىيچىلىق، يەھۇدىي دىنى.

يُوحُ: قۇياش.

«جَعَلَ اللهُ أَعْمَرَ مِنْ نُوحٍ وَأَنْوَرَ مِنْ يُوحٍ»: ئاللاھ ئۆمرۈڭنى نۇھدىنمۇ ئۇزۇن قىلسۇن، يۈزۈڭنى قۇياشتىنمۇ نۇرلۇق قىلسۇن.

يُوخِنِيَّةٌ: يېۋگېنىكا (بىئولوگىيىنىڭ بىر تارمىقى بولۇپ، ئىنسان ئىرسىيەتچانلىقىنى قانداق ياخشىلاشنى تەتقىق قىلىدۇ).

يُوخِيَّةٌ: يېۋگېنىكا (بىئولوگىيىنىڭ بىر تارمىقى بولۇپ، ئىنسان ئىرسىيەتچانلىقىنى قانداق ياخشىلاشنى تەتقىق قىلىدۇ).

يُودُ: يود.

يُودَاتٌ: يودلۇق تۇزلار، يودلۇق كىسلاتا تۇزى.

يُودُوفُرْمٌ: يودوفورم، يودوفورمىئوم.

يُودُورٌ: يودلاشتۇرغۇچى ماددا، يودلاشتۇرغۇچى ئىنزىم.

يُورَاتٌ. يُورَاةٌ: سۈيدۈك كىسلاتا تۇزى.

يُورَانِيُوم: ئۇران.

يُورِيَا: ئورىيا؛ سۈيدۈك ماددىسى.

يُورِيْكٌ: سۈيدۈكنىلىك، سۈيدۈكلۈك.

اسِيْد يُورِيْك: سۈيدۈك كىسلاتاسى.

يُورِيْمِيٌّ: سۈيدۈكتىن زەھەرلىنىش كېسىلى.

يُوطُوبِيَا: خام ـ خىيال، قۇرۇق خىيال، قۇرۇق پەرەز، خىيال، ئۇتوپىيە، فانتازىيە.

يُوطُوبِيٌّ: فانتازىيىلىك، خام خىيالنىلىك، ئۇتوپىيىلىك.

يُولِيَه. يُولِيُو: ئىيول، 7 ـ ئاي.

يَوْمٌ ج أَيَّامٌ جج أَيَاوِيْمُ: كۈن، كۈندۈز، ۋاقىت.

يَوْمٌ أَبْيَضُ: قۇتلۇق كۈن، خەيرلىك كۈن، بەختىيار كۈن.

يَوْمٌ أَسْوَدُ: ئېغىر كۈن، قارا كۈن.

يَوْمُ الْأَحَدِ: يەكشەنبە، ھەپتە كۈنى.

يَوْمُ الْإِثْنَيْنِ: دۈشەنبە كۈنى.

يَوْمُ عُطْلَةٍ: دەم ئېلىش كۈنى، ھاردۇق ئېلىش كۈنى، تەتىل كۈنى.

يَوْمٌ مَشْهُودٌ: بايرام، بايرام كۈنى، ھېيت، خاتىرە كۈنى، ئۇنتۇلماس كۈن، مۇھىم كۈن.

اَلْيَوْمُ الْمَشْهُودُ: قىيامەت كۈنى.

«إِنَّ أَبْغَضَكُمْ إِلَيَّ وَأَبْعَدَكُمْ مِنِّي يَوْمَ الْقِيَامَةِ الثَّرْثَارُونَ» ‹حديث›: سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى قىيامەت كۈنى مېنىڭ ئەڭ ئۆچلۈكۈمنى كەلتۈرىدىغان ۋە مەندىن ئەڭ يىراق بولىدىغىنىڭلار ۋالاقتەككۈر كىشىدۇر.

كُلَّ يَوْمٍ: ھەر كۈنى، ھەر كۈندە.

ذَاتَ يَوْمٍ: بىر كۈنى، كۈنلەرنىڭ بىرىدە.

فِي الْيَوْمِ ذَاتِهِ: شۇ كۈنى.

إِلَى الْيَوْمِ: بۈگۈنگىچە، بۈگۈنگە كەلگۈچىلىك، بۈگۈنكى كۈنگىچىلىك، ھازىرغىچە، ھازىرغا قەدەر، بۈگۈنگە قەدەر.

مِنْ يَوْمٍ لِيَوْمٍ: ھەر كۈنى، ھەر كۈندە، كۈندىن-كۈنگە، كۈن ساناپ، كۈنسايىن، كۈنسېرى.

حَتَّى الْيَوْمِ: بۈگۈنگە قەدەر، بۈگۈنگىچىلىك، ھازىرغىچە، ھازىرغا قەدەر.

يَوْمَ كَانَ مُعَلِّمًا: ئۇ ئوقۇتقۇچى بولغان كۈنلەردە، ئۇ ئوقۇتقۇچىلىق قىلىۋاتقان كۈنلەردە.

يَوْمُ الْعُطْلَةِ الرَّسْمِيَّةِ: ئومۇمىي دەم ئېلىش كۈنى، دەم ئېلىش كۈنى، ھاردۇق كۈنى.

يَوْمًا فَيَوْمًا. يَوْمًا بَعْدَ يَوْمٍ: ھەر كۈنى، ھەر كۈندە، كۈندىن-كۈنگە، كۈنسېرى، كۈنساناپ، كۈنسايىن.

اِبْنُ الْيَوْمِ: زامانىۋى.

هَذَا الشَّابُّ ابْنُ الْيَوْمِ: بۇ ياش زامانىۋىدۇر.

اِبْنُ يَوْمِهِ: داۋاملاشمايدىغان، تۇراقسىز، ۋاقىتلىق، ئۆمرى قىسقا.

هَذَا الْحَدَثُ ابْنُ يَوْمِهِ: بۇ ۋەقە داۋاملاشمايدۇ.

«اَلدُّنْيَا يَوْمَانِ يَوْمٌ لَكَ وَيَوْمٌ عَلَيْكَ»: دۇنيا ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ، بىر كۈن پايدا ئالساڭ بىر كۈن زىيان تارتىسەن.

يَوْمُ الدِّينِ: قىيامەت.

يَوْمٌ لَكَ وَيَوْمٌ عَلَيْكَ: ئەھۋال ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ.

اَلْيَوْمَ: بۈگۈن.

اَلْيَوْمُ الْآخِرُ: ئاخىرەت كۈنى.

﴿اَلْيَوْمَ أَكْمَلْتُ لَكُمْ دِينَكُمْ﴾ ‹قرآن›: بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم.

«كَانَ النَّبِيُّ صَلَّى اللهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ إِذَا كَانَ يَوْمُ عِيدٍ خَالَفَ الطَّرِيقَ» ‹حديث›: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھېيت نامىزىغا بارغاندا بىر يول بىلەن، قايتىش ۋاقتىدا باشقا بىر يول بىلەن ماڭاتتى.

يَوْمَذَاكَ: بۇ كۈندە، شۇ كۈندە.

«كَانَ أَجْدَادُنَا يَوْمَذَاكَ مِنَ الْعُلَمَاءِ»: بىزنىڭ ئەجدادلىرىمىز شۇ كۈنلەرنىڭ ئالىملىرىدىن ئىدى.

يَوْمَئِذٍ: ئۇ كۈندە.

﴿وُجُوهٌ يَوْمَئِذٍ نَاضِرَةٌ إِلَى رَبِّهَا نَاظِرَةٌ﴾ ‹قرآن›: بۇ كۈندە (سائادەتمەنلەرنىڭ) يۈزلىرى نۇرلۇق بولىدۇ. (ئۇلار) پەرۋەردىگارىغا قاراپ تۇرىدۇ.

أَيَّامُ الْعَرَبِ: ئەرەبلەرنىڭ چوڭ ئىشلىرى خاتىرىسى، ئۇرۇش - جېدەللىرى.

أَيَّامُ اللهِ: ئاللاھنىڭ نېمەتلىرى ۋە ئازاب-ئۇقۇبەتلىرى.

﴿وَذَكِّرْهُمْ بِأَيَّامِ اللهِ﴾ ‹قرآن›: ئۇلارغا ئاللاھنىڭ نېمەتلىرىنى ئەسلەتكىن.

يَوْمِيٌّ: كۈندىلىك.

عَمَلٌ يَوْمِيٌّ: كۈنلۈك ئىش.

عَامِلٌ يَوْمِيٌّ: كۈنلۈك ئىشچى.

يَوْمِيَّةٌ ج يَوْمِيَّاتٌ: كالېندار، ئىشچىنىڭ كۈنلۈك ئىش ھەققى، كۈندىلىك خاتىرە.

يَعْمَلُ بِالْيَوْمِيَّةِ: ئۇ كۈنلۈك ئىش ھەققىگە ئىشلەيدۇ.

جَرِيْدَةٌ يَوْمِيَّةٌ: كۈندىلىك گېزىت.

يَوْمِيَّاتٌ: كۈندىلىك ئىشلار يېزىلىدىغان خاتىرە دەپتەر.

يَوْمِيَّاتُ مَجْنُونٍ: سەۋدايى خاتىرىسى.

اَلْيُونَان: يۇنان، گرېتسىيە.

بِلَادُ الْيُونَانِ: گرېتسىيە.

يُونَانِيٌّ: گرېتسىيىنىڭ، گرېك، گرېتسىيىلىك.

يُونَانِيَّةٌ: گرېكچە، گرېك تىلى.

«أَرِسْطُو مِنَ الْفَلَاسِفَةِ الْيُونَانِيِّيْنَ»: ئارىستوتېل يۇنان پەيلاسوپلىرىدىندۇر.

الْيونِسكُو: بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتىنىڭ ئىلىم-پەن تەلىم-تەربىيە مۇئەسسەسى.

يُونِيَّه. يُونِيُو: ئىيۇن، 6- ئاي.

# الأعلام

## ئىسلامىيەتتىكى مەشھۇر شەخسلەر، ئەسەرلەر ۋە يۇرت ـ جايلار

# مۆندەرىجە

## ا

## ب

# ت

# ث



# ج

# ح

## خ

# د

# ذ



# ر

## ز

## س

# ش

# ص



# ط

# ظ

# ع

# غ



# ف

# ق

# ك

# ل



# م

# ن

# هـــ



# و

# ي

# ا

إباضٌ، عبد الله بن إباضٌ: (ئىباز، ئابدۇللاھ ئىبنى ئىباز). تەمىمىلىك، ئىبازىيە مەزھىپىنىڭ ئاساسچىسى. ئۇ مۇئاۋىيە بىلەن دەۋرداش بولۇپ، ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋاننىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە ۋاپات بولغان.

الإباضِيّة: (ئىبازىيە). بۇ بىر ئىسلام پىرقىسى بولۇپ، مۆتىدىل ئېقىمدىكى خاۋارىجلار پىرقىسىنىڭ بىر قىسمى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىققان. ئىككى پىرقە ئارىسىدا مەلۇم پەرقمۇ بار. بۇ پىرقە دەسلەپتە بەسرە ۋە كۇفە قاتارلىق رايونلارغا تارقالغان. كېيىن ماراكەش رايونلىرىغا تارقالغان. بۇ پىرقىدىكىلەر ماراكەش، ئوممان قاتارلىق جايلاردا ھېلىھەم بار.

إبراهيم بن أدهم: (ئىبراھىم ئىبنى ئەدھەم) (ھ ؟ـ 161 / م ؟ـ 778). بەلخلىق مەشھۇر زاھىد، جاھانكەزدىلىك بىلەن ئۆتكەن. ئۇنىڭ مەقبەرىسى سۇرىيەدىكى بىر تاغدا بولۇپ، كىشىلەرنىڭ زىيارەتگاھىغا ئايلانغان.

إبْراهيمُ الخليل: (ئىبراھىم خەلىل، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام). ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بابىل زېمىنىدا تۇغۇلغان. ئۇ نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى سامنىڭ نەسلىدىن بولۇپ، قوۋمى بۇتپەرەس ئىدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام قوۋمىنى بۇتلارغا چوقۇنماي، بىر ئاللاھغا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلغان. ئۇلارنىڭ بۇتلىرىنى چېقىپ تاشلىغان. ئۇلار ئۇنى جازالاش ئۈچۈن لاۋۇلداپ كۆيۈۋاتقان ئوتقا تاشلىغاندا، ئاللاھ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى ئامان-ئېسەن ساقلىغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام شامغا، ئاندىن مىسىرغا ھىجرەت قىلغان. ئاللاھنىڭ ئەمرى بويىچە ئوغلى ئىسمائىل بىلەن كەئبىنى بىنا قىلغان. ئۇ ياشىنىپ، ئايالى سارەمۇ قېرىپ تۇغۇتتىن قالغاندا، ئاللاھ ئۇلارغا مەرھەمەت قىلىپ ئىسھاق ئەلەيھىسسالامنى بەرگەن. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام خەلىلۇللاھ (ئاللاھنىڭ دوستى) دەپ ئاتالغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىن نۇرغۇن پەيغەمبەرلەر دۇنياغا كەلگەنلىكتىن، ئۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ بوۋىسى دېيىلىدۇ. ئاللاھ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا سۇھۇف دەپ ئاتالغان كىتابنى نازىل قىلغان. ئىشەنچلىك رىۋايەتلەرگە ئاساسلانغاندا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام 175 يىل ئۆمۈر كۆرگەن.

إبراهيم النخعي: (ئىبراھىم نەخەئى) (ھ 46ـ96 / م 666ـ815). تابىئىنلارنىڭ چوڭلىرىدىن بولۇپ، ئابىد، مۇجتەھىد، فەقىھ ھەم مۇھەددىس ئىدى. زالىم ھەججاجدىن قېچىپ يوشۇرۇنغان ھالەتتە ۋاپات بولغان.

أبْرَهَةُ الأَشْرَمُ: (ئەبرەھەتۇل ئەشرەم). ھەبەش ھەربىي قوماندانى. مىلادىيە 6-ئەسىردە ھەبەش پادىشاھىنىڭ پەرمانى بىلەن

يەمەننى ئىشغال قىلغان. ئۇ سەنئادىكى قەلس قاتارلىق چېركاۋلارنى سالدۇرغان. كېيىن كەئبىنى چېقىپ تاشلاش ئۈچۈن مەككىگە باستۇرۇپ كىرمەكچى بولغاندا، ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن ئۇرۇش پىللىرى ماڭماي يېتىۋېلىپ، مەككىنى ۋەيران قىلىش مەقسىتىگە يېتەلمىگەن. بۇ ئىش مىلادىيە 570 ـ يىلى يۈز بەرگەن بولۇپ، بۇ يىل پىل يىلى دەپ ئاتالغان. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام دەل مۇشۇ يىلى تۇغۇلغان.

ابن أبي أصيبعة: (ئىبنى ئەبۇ ئۇسەيبەئە) (هـ 600 ـ 669 / م 1203 ـ 1270). دەمەشقلىق تېۋىپ، مىسىر ۋە سۇرىيىدە ياشىغان. "عيون الأنباء في طبقات الأطباء" «ئۇيۇنۇل ئەنبا فى تارىخىل ئەتىببا» (تېۋىپلارنىڭ تەرجىمىھالى) ناملىق كىتابى بىلەن داڭق چىقارغان.

ابن أبي حاتم، عبدالرحمن بن محمد بن إدريس بن المنذر التميمي، الحنظلي (أبومحمد): (ئىبنى ئەبۇ ھاتەم، ئابدۇراھمان ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ئىدرىس ئىبنى مۇنزىرىتتەمىمىل ھەنزەلى، ئەبۇ مۇھەممەد) (هـ 240 ـ 327 / م 854 ـ 938). چوڭ ھەدىسشۇناسلاردىن بىرى. سەككىز جىلدلىق "الجرح والتعديل" «ئەلجۇرھۇ ۋەتتەئدىل» ۋە كۆپ جىلدلىق "التفسير" «ئەتتەفسىر»، ئىككى جىلدلىق "علل الحديث" «ئىلەلۇل ھەدىس» ۋە "المراسيل" «ئەلمەراسىل»، "المسند" «ئەلمۇسنەد» قاتارلىق كۆپلىگەن ئەسەرلەرنى يازغان.

ابن أبي صادق (أبو القاسم عبد الرحمن): (ئىبنى ئەبۇ سادىق، ئەبۇلقاسىم ئابدۇراھمان) (هـ ؟ـ 1077 / م ؟ـ 1666). نىشاپۇرلۇق تېۋىپ ۋە پەيلاسوپ، ئىبنى سىنانىڭ شاگىرتى. جالىنۇس، سوقرات ۋە ھۇنەيىن ئىبنى ئىسھاقنىڭ تېببىي ئەسەرلىرىنى شەرھلىگەن.

ابن أبي طاهر (أحمد بن طيفور): (ئىبنى ئەبۇ تاھىر، ئەھمەد ئىبنى تەيفۇر) (هـ 203 ـ 279 / م 819 ـ 893). باغدادلىق تارىخچى. ئۇنىڭ "تاريخ بغداد" «تارىخۇ بەغداد» (باغداد تارىخى) ناملىق ئەسىرى بار.

ابن آجروم (أبو عبد الله الصنهاجي): (ئىبنى ئاجۇرۇم، ئەبۇ ئابدۇللاھ سەنھاجى) (هـ ؟ـ 723 / م ؟ـ 1323). گرامماتىكشۇناس، ماراكەشنىڭ فاس شەھرىدىن. "المقدمة الأجرومية في علم العربية" «ئەلمۇقەددىمەتۇل ئاجۇرۇمىيە فى ئىلمىل ئەرەبىيە» (ئەرەب تىلى گرامماتىكىسىدىن دەسلەپكى ساۋات) ناملىق كىتابى بىلەن داڭق چىقارغان.

ابن الأعرابي (أبو عبد الله محمد): (ئىبنى ئەئرابى، ئەبۇ ئابدۇللاھ مۇھەممەد) (هـ 150 ـ 230 / م 767 ـ 845). كۇفىلىق داڭلىق تىلشۇناس. ئەبۇ مۇئاۋىيە زەرىر، مۇفەززەل زەببىي ۋە كىسسائىيلاردىن ئەدەبىيات ئۆگەنگەن. ئۇنىڭدىن ئىبنى سەكىيت ۋە سەئلەبلەر تەلىم ئالغان. ئۇنىڭ "كتاب أسماء خيل العرب وفرسانهم" «كىتابۇ ئەسمائى خەيلىل ئەرەب ۋە فۇرسانىھىم» (ئەرەب ئاتلىرى ۋە چەۋەندازلىرىنىڭ ناملىرى) ۋە "كتاب النوادر" «كىتابۇننەۋادىر» ناملىق كىتابلىرى بار.

ابن الأنباري (أبو البركات): (ئىبنۇل ئەنبارى، ئەبۇلبەرەكات) (هـ 512 ـ 576 / م 1119 ـ 1181). گرامماتىكشۇناس، تىلشۇناس. جەۋالىقى ۋە ئىبنى شەجەرلەردىن ئىلىم ئۆگەنگەن. باغدادتا ئىلىم تەھسىل قىلغان. ئۇنىڭ "نزهة الألبّاء في طبقات الأدباء"

«نۇزھەتۇل ئەلىببا فى تەبەقاتىل ئۇدەبا» (ئەدىبلەر تەرجىمھالى) "الإنصاف في مسائل الخلاف" «ئەلئىنساف فى مەسائىلىل خىلاف» (بەسرە ۋە كۇفە گراماتىكشۇناسلىرى ئارىسىدىكى ئىختىلاپلىق مەسىلىلەرگە نىسبەتەن ئادىل مۇئامىلە قىلىش) ۋە "أسرار العربية" «ئەسرارۇل ئەرەبىيە» (ئەرەب تىلىنىڭ سىرلىرى) ناملىق كىتابلىرى بار.

ابن إياس (أبو البركات): (ئىبنى ئىياس، ئەبۇلبەرەكات) (ھ ؟ـ 930 / م ؟ـ 1524). مىسىردىكى مەملۇكىيلار سۇلالىسى دەۋرىدە ياشىغان تارىخچى. ئۇنىڭ "بدائع الزهور في وقائع الدهور" «بەدائىئۇززۇھۇر فى ۋەقائىئىددۇھۇر» (زامان ۋەقەلىرى) ۋە "نشق الأزهار في عجائب الأقطار" «نەشقۇل ئەزھار فى ئەجائىبىل ئەقتار» (ئەللەرنىڭ ئاجايىپ خەۋەرلىرى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

ابن باديس (عبد الحميد): ئىبنى بادىس، ئابدۇلھەمىد) (ھ 1306 ـ 1359 / م 1889 ـ 1940). ئالجىرىيىلىك ئالىم. ئىسلاھات ھەرىكىتى ۋە ئەدەبىيات گۈللىنىشىنىڭ باشلامچىلىرىدىن بىرى. ئۆز ۋەتىنىنىڭ مۇستەقىللىقى ئۈچۈن تۈھپە قوشقان كاتتا مۇجاھىد، قۇسەنتىنىدە تۇغۇلغان. تۇنىس زەيتۇنە ئۇنىۋېرسىتېتىنى تاماملىغان. ئىجتىمائىي ئىسلاھات توغرىسىدىكى قاراشلىرى، مۇستەقىللىق شوئارلىرى ۋە دىنىي تەلىم ـ تەربىيە نەزەرىيىلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، "الشهاب" «ئەششىھاب» (ئاقار يۇلتۇز) ژۇرنىلىنى نەشر قىلغان. ئۇ ئالجىرىيە ھازىرقى زامان ئىسلام ئىدېئولوگىيىسىنىڭ باشلامچىسى ھېسابلىنىدۇ.

ابن بطوطة (محمد بن عبد الله): (ئىبنى بەتۇتە، مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ 703 ـ 778 / م 1304 ـ 1377). ماراكەشنىڭ تەنجەت شەھرىدە تۇغۇلغان، دۇنيانىڭ نۇرغۇن جايلىرىنى ئايلانغان داڭلىق سەيياھ. ئۇنىڭ ئۈچ قېتىملىق ساياھىتى تەخمىنەن 29 يىل داۋاملاشقان بولۇپ، شۇ جەرياندا ئافرىقا، ئەرەب ئەللىرى، ئاسىيا ۋە يىراق شەرق ئەللىرىنى زىيارەت قىلغان، كېيىن ماراكەشنىڭ فاس شەھرىدە ماكانلىشىپ قالغان. ئۇنىڭ "تحفة النظار في غرائب الأمصار وعجائب الأسفار" «توھفەتۇننەززار فى غەرائىبىل ئەمسار ۋە ئەجائىبىل ئەسفار»، يەنە ساياھەت خاتىرىسى دەپ تونۇلغان "رحلة ابن بطوطة" «رىھلەتۇ ئىبنى بەتۇتە» ناملىق مەشھۇر كىتابى بار.

ابن البيطار (عبد الله بن أحمد): (ئىبنى بەيتار، ئابدۇللاھ ئىبنى ئەھمەد) (ھ ؟ـ 645 / م ؟ـ 1248). ئەندەلۇسلۇق تېۋىپ ۋە بوتانىك، ئەييۇبىيلارنىڭ خىزمىتىدە بولغان. "مفردات ابن البيطار" «مۇفرەدات ئىبنى بەيتار» (ئىبنى بەيتار يەككە دورىلىرى) دەپ تونۇلغان "الجامع لمفردات الأدوية والأغذية" «ئەلجامىئۇ لىمۇفرەداتىل ئەدۋىيە ۋەلئەغزىيە» ناملىق كىتاب ئۇنىڭ ئەسەرلىرىدىندۇر.

ابن تومرت (محمد بن عبد الله): (ئىبنى تومرت، مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ ؟ـ 524 / م ؟ـ 1130). ماراكەشلىك دىنىي ئىسلاھاتچى ۋە ماراكەش دۆلىتىنىڭ قۇرغۇچىسى. ئۇ «مەھدى» دېگەن لەقەب بىلەن ئاتالغان، 1120 ـ يىلى مۇۋەھھىدلەر دۆلىتىنى قۇرغان. ئابدۇلمۇئمىن ئىبنى ئەلى ئۇنىڭ ئورنىدا تەختكە ئولتۇرغان.

ابن تيمية، أحمد تقي الدين: (ئىبنى تەيمىيە، ئەھمەد تەقىيۇددىن) (ھ 662 ـ 728

/ م 1263 ـ 1328). فەقىھ، مۇھەددىس، ھەنبەلىيە مەزھىپىدىكى كالامشۇناس، دىنى ئىسلاھاتچى. ئالىملار بىلەن ئىلمىي مۇنازىرىلەردە بولغان، دەرس ئىبتقان ۋە نۇرغۇن پەتىۋالارنى بەرگەن. ئۇ "السياسة الشرعية في إصلاح الراعي والرعية" «ئەسسىياسەتۇششەرئىيە فى ئىسلاھىرراﺋﻰ ۋەررەئىيە» (رەھبەر ۋە پۇقرا ئوتتۇرىسىنى ئىسلاھ قىلىشتىكى شەرئەتنىڭ پرىنسىپى)، "مجموعة الفتاوى" «مەجمۇئەتۇل فەتاۋا» (پەتىۋالار توپلىمى) ۋە "الرسائل" «رەسائىل»لاردەك نۇرغۇنلىغان ئەسەرلەرنى قالدۇرۇپ كەتكەن. زىنداندا ۋاپات بولغان.

ابن جبير (محمد بن أحمد): (ئىبنى جۇبەير، مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد) (ھ 539 ـ 613 / م 1145 ـ 1217). ئەندەلۇسلۇق سەيياھ، بەلەنسىيەدە تۇغۇلۇپ، ئىسكەندىرىيەدە ۋاپات بولغان. مىسىر، مەككە، سۈرىيەلەرنى زىيارەت قىلغان. ئۇ "رحلة ابن جبير" «رىھلەتۇ ئىبنى جۇبەير» (ئىبنى جۇبەير ساياھەتنامىسى) ناملىق مەشھۇر كىتابى بىلەن داڭق چىقارغان.

ابن الحاجب، جمال الدين (أبو عمرو عثمان بن عمر): (ئىبنى ھاجىب، جامالۇددىن ئەبۇ ئەمرى ئۇسمان ئىبنى ئۇمەر) (ھ ؟ ـ 646 / م ؟ ـ 1249). مىسىرلىق گراماتىكىشۇناس، داڭلىق تىلشۇناس، مالىكىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. مىسىرنىڭ سىنا دېگەن يېرىدە دۇنياغا كەلگەن. دەمەشقتىكى ئۇمەۋىيلەر جامەسىدە مۇدەررىسلىك قىلغان. ئۇنىڭ گراماتىكا توغرىسىدا "الكافية" «ئەلكافىيە» (كافىيە)، مورفولوگىيە توغرىسىدا "الشافية" «ئەششافىيە» (شافىيە)، ئارۇز ۋەزنى ھەققىدە تۈزۈلگەن "المقصد الجليل في علم الخليل" «ئەلمەقسەدۇل جەلىل فى ئىلمىل خەلىل» (ئۇلۇغ مەقسەت) ۋە ئۇسۇلى فىقھى توغرىسىدا تۈزۈلگەن "مختصر المنتهى" «مۇختەسەرۇل مۇنتەھا» ناملىق كىتابلىرى بار.

ابن حَجَر العَسقلاني (أبو الفضل أحمد): (ئىبنى ھەجەرىل ئەسقەلانى، ئەبۇلفەزلى ئەھمەد) (ھ ؟ ـ 852 / م ؟ ـ 1449). مىسىرلىق مۇھەددىس ۋە تارىخچى. ئۇنىڭ سەھىھۇل بۇخارىغا يازغان "فتح الباري بشرح صحيح البخاري" «فەتھۇل بارى بىشەرھى سەھىھىل بۇخارى» ناملىق شەرھى ۋە "الإصابة في تمييز الصحابة" «ئەلئىسابە فى تەمىيزىسساھابە»، "الدرر الكامنة في أعيان المئة الثامنة" «ئەددۇررۇلكامىنە فى ئەئيانىل مىئەتىسسامىنە» ناملىق كىتابلىرى بار.

ابن حزم (علي بن أحمد): (ئىبنى ھەزمى، ئەلى ئىبنى ئەھمەد) (ھ 384 ـ 456 / م 994 ـ 1064). ئەندەلۇسلۇق شائىر، پەيلاسوپ، تارىخچى ۋە كالامشۇناس، قۇرتۇبە دېگەن جايدا دۇنياغا كەلگەن، سىياسىيدىن قول ئۈزۈپ يېزىقچىلىققا بېرىلگەن. ئۇنىڭ "طوق الحمامة" «تۇقۇل ھەمامە» ناملىق كىتابى ئەدەبىيات ساھەسىدىكى مەشھۇر ئەسەردۇر. بۇ ئەسەرنىڭ تەسۋىرلىرى ئىنتايىن نازۇك بولۇپ، ئەرەبلەرنىڭ مۇھەببەت ھەققىدە يېزىلغان ئەسەرلىرى ئىچىدە ئەڭ مەشھۇر. ئۇنىڭ "الفصل في الملل والأهواء والنحل" «ئەلفىسەل فىل مىلەل ۋەلئەھۋائى ۋەننىھەل» (دىنلار توغرىسىدا ئومۇمىي بايان) ناملىق كىتابى دىنلار سېلىشتۇرمىسى توغرىسىدىكى تۇنجى تارىخىي كىتاب ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭ يەنە "جمهرة الأنساب" «جەمھۇرەتۇل ئەنساب» (نەسەبنامە) ۋە "الإحكام في أصول الأحكام" «ئەلئىھكام فى ئۇسۇلىل ئەھكام» (ئەھكاملار ھەققىدە) ناملىق كىتابلىرى بار.

ابن حوقل: (ئىبنى ھەۋقەل) (ھ ؟ ـ 370 /

م ?ـ 981). ئىسلام دۇنياسىنى ئايلىنىپ چىققان باغدادلىق سەيياھ ۋە جۇغراپىيىشۇناس. ئۇ "المسالك والممالك" «ئەلمەسالىك ۋەلمەمالىك» ناملىق كىتابى بىلەن داڭق چىقارغان.

ابن حيان: (ئىبنى ھەييان) (ھ 376 ـ 468 / م 987 ـ 1076). ئەندەلۇسلۇق ئەڭ پېشقەدەم ۋە مۆتىۋەر تارىخچى. ئۇنىڭ "المقتبس في تاريخ الأندلس" «ئەلمۇقتەبەس فى تارىخىل ئەندەلۇس» (ئەندەلۇس تارىخى) ناملىق كىتابى بار.

ابن خزيمة، محمد بن إسحاق بن خزيمة السلمي (أبو بكر): (ئىبنى خۇزەيمە، مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئىبنى خۇزەيمەتىسسۇلەمى)، (ھ 223 ـ 331 / م 838 ـ 924). كاتتا ھەدىسشۇناس ئالىم ۋە ئۇز زامانىدىكى نىيشاپۇرنىڭ ئىمامى، يېتىشكەن مۇجتەھىد فەقىھ ئىدى. ئىراق، شام، ھىجاز ۋە مىسىر قاتارلىق يۇرتلارغا بېرىپ ئىلىم تەھسىل قىلغان. ئىمام سۇبكى ئۇنىڭغا «ئىماملارنىڭ ئىمامى» دەپ نام بەرگەن. ئۇنىڭ يېزىپ قالدۇرغان ئەسەرلىرى 140 پارچىدىن ئاشىدۇ. مەسىلەن: "التوحيد" «ئەتتەۋھىد»، "إثبات صفة الرب" «ئىسباتۇ سىفەتۇررەب»، "صحيح ابن خزيمة" «سەھىھ ئىبنى خۇزەيمە»، "مختصر المختصر" «مۇختەسەر مۇختەسەر» قاتارلىقلار شۇ ئەسەرلەرنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

ابن الخطيب، (لسان الدين محمد بن عبد الله): (ئىبنى خەتىب، لىسانۇددىن مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ 712 ـ 775 / م 1313 ـ 1374). ئەندەلۇسلۇق ئەدىب ۋە بۈيۈك تارىخ ئالىمى. غەرناتىدە ۋەزىر بولغان. قەلەم ۋە ئەلەمدە تەڭ يېتىشكەنلىكى ئۈچۈن "ذي الوزارتين" «زىلۋەزارەتەين» (ئىككى ۋازارەت

ساھىبى) دەپ نام ئالغان. ئۇ دىنسىز دەپ قارىلىپ قەتلى قىلىنغان. ئۇنىڭ تارىخ، شېئىر، ئەدەبىيات، تېبابەت ۋە تەسەۋۋۇپ ھەققىدە يازغان نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار. "الإحاطة في أخبار غرناطة" «ئەلئىھاتە فى ئەخبارى غەرناتە» (غەرناتە توغرىسىدا تولۇق مەلۇمات)، "اللمحة البدرية في الدولة النصرية" «ئەللەمھەتۇل بەدرىيە فىددەۋلەتىننەسرىيە» (ناسارالار دۆلىتىدە پارلىغان ئاي)، "رقم الحلل في نظم الدول" «رەقمۇل ھۇلەل فى نەزمىددۇۋەل» (دۆلەت تۈزۈلمىلىرى) ۋە "ريحانة الكتاب" «رەيھانەتۇل كىتاب» (كىتابلارنىڭ گۈلى) ناملىق كىتابلار ئۇنىڭ ئەڭ مەشھۇر ئەسەرلىرىدۇر. ئۇنىڭ يەنە شېئىرىي دىۋانىمۇ بار.

ابن خفاجة (ابراهيم): (ئىبنى خەفاجە، ئىبراھىم ئىبنى ئەبۇ فەتھى) (ھ 449 ـ 532 / م 1058 ـ 1138). ئەندەلۇسلۇق شائىر، يازغۇچى. ئۇ شېئىرلىرىدا ئۆز ۋەتىنىنىڭ مۇھىتى ۋە كەڭ كەتكەن گۈزەل مەنزىرىلىرىنى بەدىئىي رەۋىشتە تەسۋىرلىگەن. شۇ سەۋەبتىن «جىنانۇل ئەندەلۇس» دەپ ئاتىلىپ قالغان.

ابن خلدون (عبد الرحمن، أبو زيد): (ئىبنى خەلدۇن، ئابدۇراھمان، ئەبۇ زەيد) (ھ 732 ـ 808 / م 1332 ـ 1406). دۇنياۋى ئىلىم ئەرbablىرىدىن. ئەرەب تارىخچىسى، پەيلاسوپ، دانىشمەن. ئۇز دەۋرىدىكى ھوقۇق، سىياسەت، قازىلىق، ئەدەبىيات ۋە باشقا ئىلىم ساھەلىرىدە كۆزگە كۆرۈنگەن ئالىم. تۇنىستا تۇغۇلۇپ، قاھىرەدە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ نەسىبى ھەزرەمىيە جەمەتىگە تۇتىشىدۇ. فاس، غەرناتە ۋە تىلمىسان شەھەرلىرىدە كۆپلىگەن مۇھىم سىياسىي خىزمەتلەرنى ئۆتىگەن. سۈيىقەست ۋە

تۆھمەتكە ئۇچرىغانلىقتىن شەرققە سەپەر قىلىپ، مىسىردا تۇرۇپ قالغان ۋە ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ مۇدەررىسى بولغان. مالىكى مەزھىپىنىڭ قازىلىقىغا تەيىنلەنگەن. تارىخ توغرىسىدا كىتاب يېزىپ، پەلسەپە تارىخى ۋە جەمئىيەتشۇناسلىق ئىلمىنىڭ ئاساسچىسى ۋە بايراقدارى بولۇپ قالغان. بۇ بايانلار ئۇنىڭ "العبر" «ئەلئىبەر» ناملىق كىتابىغا يازغان مەشھۇر مۇقەددىمىسىدە بايان قىلىنغان. ئۇ بۇ كىتابىنىڭ مۇقەددىمىسىنى جەمئىيەتشۇناسلىق ئىلمى ئۇسلۇبىدا يازغان.

ابن الخياط (أبو بكر محمد): (ئىبنى خەييات، ئەبۇ بەكرى مۇھەممەد) (ھ ?_320 / م ?_932). باغدادتا مۇدەررىسلىك قىلغان. گراماتىكشۇناس، ئەسلى سەمەرقەندلىك، بەسرەدە ۋاپات بولغان. ئىمام زەججاج، ئەبۇ ئەلى فاسىلار ئۇنىڭ شاگىرتلىرى ئىدى. ئۇنىڭ "معاني القرآن" «مەئانىل قۇرئان» (قۇرئان مەنىلىرى) ۋە "النحو الكبير" «ئەننەھۋىل كەبىر» (گراماتىكا ھەققىدە) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

دُرَيْدٍ، ابْنُ دُرَيْدٍ، محمد بن الحسن الأزدي (أبو بكر): (ئىبنى دۇرەيد، مۇھەممەد ئىبنى ھەسەن ئەزدى، ئەبۇ بەكرى) (ھ 223_322 / م 837_933). تىلشۇناس، ئەدىب، شائىر. باغدادتا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "الجمهرة" «ئەلجەمھەرە» (چوڭ لۇغەت) ۋە "الاشتقاق" «ئەلئىشتىقاق» (تۇرلەنمە سۆزلەر لۇغىتى) ناملىق ئەسەرلىرى بار. ئۇنىڭ "المقصورة" «ئەلمەقسۇرە» ناملىق قەسىدىسى ناھايىتى مەشھۇر.

ابن رزين، محمد بن عيسى بن ابراهيم بن رزين التيمي الاسفاهاني (أبو عبد الله): (ئىبنى رەزىن، مۇھەممەد ئىبنى ئىسا ئىبنى ئىبراھىم

ئىبنى خۇزەيمەتىسسۇلەمى، ئەبۇ بەكرى). قىرائەتشۇناس ۋە تىلشۇناس ئالىم، قىرائەت ھەققىدە "الجامع" «ئەلجامىئ» ۋە "رسول القرآن" «رەسۇلۇل قۇرئان» دېگەن كىتابلارنى يازغان.

ابن رشد (أبو الوليد محمد): (ئىبنى رۇشد، ئەبۇ ۋەلىد مۇھەممەد) (ھ 520_594 / م 1126_1198). قۇرتۇبىدە تۇغۇلۇپ، ماراكەشتە ۋاپات بولغان. ئەرەب پەيلاسوپى ۋە كالامشۇناس. فىقھى، شېئىرىيەت، تېبابەت، ماتېماتىكا، ئاسترونومىيە ۋە پەلسەپەلەردىن دەرس بەرگەن. 1182 ـ يىلى ئىبنى تۇفەيل ئۇنى مۇۋەھھىدلەر خەلىپىسى ئەبۇ يەئقۇب ئىبنى يۇسۇپكە تونۇشتۇرغان. خەلىپە ئۇنى ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي تېۋىپى قىلىۋالغان. كېيىن قۇرتۇبىگە قازى بولغان. "فصل المقال فيما بين الحكمة والشريعة من الاتصال" «فەسلۇل ماقال فىيما بەيىنەل ھىكمەتى ۋەششەرىيئەتى مىنەلئىتتىسال» (پەلسەپە بىلەن شەرىئەتنىڭ مۇناسىۋىتى ھەققىدە يەكۈن) ناملىق ئەسىرىدە پەلسەپىنى شەرىئەتكە ئۇيغۇنلاشتۇرۇشقا ئۇرۇنغان. شۇنداقلا غەززالىنىڭ "تهافت الفلاسفة" «تەھافۇتۇل فەلاسىفە» (پەلسەپىنىڭ ھالاكىتى) ناملىق كىتابىغا قارشى تۇرۇپ، پەيلاسوپلارنى قوغدىغان. ئۇ ئارىستوتېلنىڭ نۇرغۇن ئەسەرلىرىنى شەرھلىگەنلىكتىن غەرب پەيلاسوپلىرى ئۇنى "الشارح" «ئەششارىھ» (شەرھ يازغۇچى) دەپ ئاتىغان.

ابن زيدون (أبو الوليد أحمد): (ئىبنى زەيدۇن، ئەبۇ ۋەلىد ئەھمەد) (ھ 394_462 / م 1004_1070). ئەندەلۇسلۇق ۋەزىر ۋە مەشھۇر شائىر. قۇرتۇبىدە تۇغۇلۇپ، ئىشبىلىيەدە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ مەشھۇر شېئىرى ـ مۇستەكفىينىڭ قىزىنىڭ تۇغۇلۇشى مۇناسىۋىتى بىلەن يېزىلغان شېئىردۇر.

ۋەزىر ئىبنى ئەبدۇس بىلەن بۇ قىزنى تالىشىپ قالغان. ئىبنى ئەبدۇسنىڭ زىيانكەشلىك قىلىشى بىلەن ئىبنى جەھۋەر ئۇنى زىندانغا تاشلىغان. ئۇنىڭ مەھبۇبىسى ۋەللادە توغرىسىدا يازغان شېئىرلىرى ۋە ئۆز ئارا قىلىشقان مۇشائىرىلىرى بار. ئۇنىڭ نەشر قىلىنغان بىر دىۋانى بار.

ابن سيرين (أبو بكر محمد): (ئىبنى سىيرىن، ئەبۇ بەكرى مۇھەممەد) (ھ ?_110 / م ?_729). بەسرەلىك فەقىھ، چۈشكە تەبىر بېرەلەيدىغان مەشھۇر ئالىم.

ابن سينا، أبو علي الحسين بن عبد الله: (سىينا، ئىبنى سىنا، ئەبۇ ئەلى ھۇسەين ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ 369_428 / م 980_1037). داڭلىق ئىسلام پەيلاسوپى، مەشھۇر تېۋىپ، ھۆكۈما ۋە ئىسلام ئالىمى. باش رەئىس، ئىككىنچى ئۇستاز نامىلىرى بىلەن تونۇلغان. بۇخاراغا يېقىن ئافشىنە دېگەن يەردە تۇغۇلۇپ، ھەمەداندا ۋاپات بولغان. ئارىستوتېل پەلسەپىسىنى چوڭقۇرلاپ ئۆگەنگەن. يېڭى ئەپلاتونىزمنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغان. ئۇنىڭ ھاياتلىق ھېكمەتلىرى ھەققىدىكى "الحكمة المشرقية" «ئەلھېكمەتۇل مەشرىقىيە» ناملىق كىتابىدىن ئۇنىڭ تەسەۋۋۇپقا مايىللىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. ئۇنىڭ تېبابەت توغرىسىدا "القانون" «ئەلقانۇن»، "الشفاء" «ئەششىفائ»، "النجاة" «ئەننەجات»، "الإشارات والتنبيهات" «ئەلئىشارات ۋە تەنبىھات»، پەلسەپە ۋە لوگىكا توغرىسىدا "الحدود" «ئەلھۇدۇد» قاتارلىق كىتابلىرى نەشر قىلىنغان. ئۇنىڭ يەنە مەشھۇر قەسىدىلىرى بار.

إبن شهاب زهري: (ئىبنى شىھاب زۇھرى) (ھ 52_124 / م 672_742). مەدىنىلىك تابىئىنلار ئىچىدىن چىققان چوڭ مۇھەددىس، مۇجتەھىد، شامدا ئولتۇراقلىشىپ قالغان. شەرىئەت ئىلمىدە ئۆز دەۋرىنىڭ يېگانىسى بولۇپ، فەقىھلەردىن ئىمام مالىك، سۇفيان سەۋرى، ئىبنى ئۇيەينە قاتارلىقلار بۇ زاتتىن ئىلىم ئۆگەنگەن. ئالىم ئىبنى دىنار: «ئىبنى شىھابتەك بىلىملىك ئادەمنى كۆرمىدىم» دېگەن. خەلىپە ئۇمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز مەملىكەت بويىچە بىر تۇتاش پەرمان چىقىرىپ، ئىبنى شىھابنىڭ پەتىۋاسىنى ئاساس قىلىشقا بۇيرۇغان. بۇ زات مەشھۇر يەتتە فەقىھنىڭ بارلىق ئىلمىنى ئۆزىگە مۇجەسسەملىگەن.

ابن الصلاح (أبو عمرو تقي الدين عثمان): (ئىبنى سەلاھ، ئەبۇ ئەمرى تەقىيۇددىن ئوسمان) (ھ ?_643 / م ?_1245). شافئىي مەزھىپىدىكى فەقىھ بولۇپ، تەپسىر ۋە ھەدىستە ۋايىغا يەتكەن ئالىم ئىدى. شەرزورغا يېقىن شەرخان ناملىق يەردە تۇغۇلغان. دىمەشقتە مۇدەررىسلىك ۋە مۇفتىلىق قىلىپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "مقدمة ابن الصلاح" «مۇقەددىمە ئىبنى سەلاھ» نامىدا تونۇلغان "معرفة أنواع علم الحديث" «مەئرىفەتۇ ئەنۋائى ئىلمىل ھەدىس» (ئىلمى ھەدىسنىڭ تۈرلىرى)، ۋە "الفتاوى" «ئەلفەتاۋا» (پەتىۋا)، "الأمالي" «ئەلئامالىي»، "شرح الوسيط" «شەرھۇل ۋەسىيت» (ۋەسىيتنىڭ شەرھى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

ابن طفيل (أبو بكر محمد): (ئىبنى تۇفەيل، ئەبۇ بەكرى مۇھەممەد) (ھ 493_580 / م 1100_1185). ئەندەلۇسلۇق ئېنسىكلو-پېدىك ئالىم ۋە پەيلاسوپ. تېبابەت، ماتېماتىكا، ئاسترونومىيە ۋە شېئىرىيەتكە ئەھمىيەت بەرگەن. ئۇنىڭ "حي ابن يقظان" «ھەييە ئىبنى يەقزان» (ھەييە

ئىبنى يەقزان ھەققىدە قىسسە) ناملىق كىتابى بار. ئۇ بۇ كىتابىدا دىن بىلەن پەلسەپىنى ماسلاشتۇرۇشقا ئۇرۇنغان.

ابن عابدين (محمد أمين): (ئىبنى ئابىدىن، مۇھەممەد ئەمىن) (ھ 1198 ـ 1251 / م 1784 ـ 1836). دەمەشقلىق ھەنەفىي مەزھىپىدىكى فەقىھ ئالىم. ئۇنىڭ "رد المحتار على الدر المختار" «رەددۇل مۇھتار ئەلەددۇررىل مۇختار» ۋە "الحاشية" «ئەلھاشىيە» ناملىق كىتابلىرى بار.

ابن عربشاه (أحمد): (ئىبنى ئەرەبشاھ، ئەھمەد) (ھ 790 ـ 854 / م 1388 ـ 1450). دەمەشقلىق تارىخچى ۋە سەيياھ. ئۇنىڭ ئەرەبچە، پارسچە ۋە تۈركچە يازغان ئەسەرلىرى بار. ئەڭ مەشھۇر ئەسىرى "عجائب المقدور في أخبار تيمور" «ئەجائىبۇل مەقدۇر فى ئەخبارى تەيمۇر» (تۆمۈرلەڭ تارىخى توغرىسىدا) ناملىق ئەسىرىدۇر.

ابن العربي (محيي الدين): (ئىبنى ئەرەبى، مۇھيىددىن) (ھ ? ـ 638 / م ? ـ 1240). ئەندەلۇسلۇق تەرىقەتچى، چوڭ شەيخ دەپ ئاتالغان. مىرسىيەدە تۇغۇلۇپ، ئىشبىلىيىدە چوڭ بولغان. شەرققە سەپەر قىلىپ، دەمەشقتە ئولتۇراقلىشىپ شۇ يەردە ۋاپات بولغان. "وحدة الوجود" «ۋەھدەتۇل ۋۇجۇد» (بارلىق مەۋجۇدىيەتنىڭ ئاللاھقا قوشۇلۇپ بىرلىشىپ كېتىشى) قارىشىنى ئوتتۇرىغا قويغان. يازغان ئەسەرلىرى تەخمىنەن 400 پارچىغا يېتىدۇ. "الفتوحات المكية" «ئەلفۇتۇھاتۇل مەككىيە»، "فصوص الحكم" «فۇسۇسۇل ھىكەم»، "مفاتيح الغيب" «مەفاتىيھۇل غەيب»، "التعريفات" «ئەتتەئرىيفات»، "محاضرة الأبرار ومسامرة الأخبار" «مۇھازەرەتۇل ئەبرار ۋە مۇسامەرەتۇل ئەخبار»، "ديوان شعر" «دىۋانى شېئىر» لار ئۇلارنىڭ بىر قىسمىدۇر.

عساكر، الحافظ بن عساكر، علي بن الحسن بن هبة الله (أبو القاسم): (ئەساكىر، ھافىز ئىبنى ئەساكىر، ئەلى ئىبنى ھەسەن ئىبنى ھىبەتۇللاھ، ئەبۇلقاسىم) (ھ 499 ـ 571 / م 1105 ـ 1176). سەيياھ، تارىخشۇناس، شام دىيارىنىڭ ھەدىسشۇناس ئالىمى ئىدى. مەشھۇر "تاريخ دمشق" «تارىخۇ دىمەشق»نى، يەنە "الإشراق على معرفة الأطراف" «ئەلئىشراق ئەلا مەئرىفەتىل ئەتراف»، "كشف المغطى في فضل الموطا" «كەشفۇل مۇغەتتا فى فەزلىل مۇۋەتتا» (مۇۋەتتانىڭ پەزىلىتى ھەققىدە) قاتارلىق نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان.

ابن عقيل (بهاء الدين عبد الله): (ئىبنى ئەقىيل، باھائۇددىن ئابدۇللاھ) (ھ 697 ـ 769 / م 1298 ـ 1368). مىسىرلىق ئەڭ داڭلىق گرامماتىكىشۇناس. ئۇنىڭ "شرح ألفية ابن مالك" «شەرھۇ ئەلفىيەتى ئىبنى مالىك» (ئەلفىيە نىڭ شەرھى) ناملىق كىتابى مۆتىۋەر كىتابدۇر.

ابن العميد: (أبو الفضل محمد): (ئىبنى ئەمىيد، ئەبۇلفەزل مۇھەممەد) (ھ ? ـ 359 / م ? ـ 970). داڭلىق يازغۇچى، شائىر، ئەدىب، بۇۋەيھلەر سۇلالىسىدە ۋەزىر بولغان. ئۇنىڭ يازغان بىرقانچە پارچە ماقالىلىرى ۋە شېئىرلىرى بار. ئوغلى ئەبۇ فەتھى ئەلىمۇ مىلادىيە 977 ـ يىلى دۆلەت ۋەزىرى ۋە ھامىيسى بولغان.

ابن الفارض (عمر بن علي): (ئىبنى فارىز، ئۆمەر ئىبنى ئەلى) (ھ 576 ـ 632 / م 1181 ـ 1235). مىسىرلىق شائىر، ئىسلام مۆتىۋەككۈرى، ئۆمرىنىڭ ئاخىرىغىچە

زاهــدلىقتا ئــۆتكەن تەرىقەتچى. تەرىــقەت مەسلىكىنى بايان قىلىپ يازغان "نظم السلوك" «نەزمۇسسۇلۇك» ناملىق (ھەربىر مىسراسىنىڭ ئەڭ ئاخىرى «تا» ھەرپى بىلەن ئاياغلاشقان) دىۋانى ئەڭ مەشھۇر ئەسىرىدۇر. ئۇنىڭ يەنە ئىلاھىي مەرىپەت توغرىسىدا "ميميسة" «مىيمىيە» (ھەربىر مىسراسىنىڭ ئەڭ ئاخىرى «مىم» ھەرپى بىلەن ئاياغلاشقان) ناملىق بىر دىۋانى بار. ھىرەدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان.

ابن فضلان (أحمد): (ئىبنى فەزلان، ئەھمەد). ئابباسىيلار خەلىپىسى مۇئتەز 921ـ يىلى بۇلغارىيىگە ئەلچى قىلىپ ئەۋەتكەن تارىخچى. ئۇنىڭ بىر ساياھەت خاتىرىسى بار بولۇپ، ئىستەخرى، مەسئۇدى ۋە ياقۇتلار "معجم البلدان" «مۇئجەمۇل بۇلدان» (جۇغراپىيە لۇغىتى) ناملىق قامۇستا ئۇنىڭدىن پايدىلانغان ۋە نەقىللەرنى كەلتۈرگەن.

ابن قتيبة (أبو محمد عبد الله): (ئىبنى قۇتەيبە، ئەبۇ مۇھەممەد ئابدۇللاھ) (ھ 212ـ 275 / م 828ـ 889). كاتتا ئەدەب، كۇفىدە تۇغۇلغان. ئەسلى خۇراسانلىق تىلشۇناس، ھەدىسشۇناس. دەينۇردا بىر مەزگىل قازىلىق قىلغان. ئۇ "الشعر والشعراء" «ئەششىئىر ۋەششۇئەرا» (شېئىرىيەت ۋە شائىرلار)، "أدب الكاتب" «ئەدەبۇل كاتىب» (يازغۇچىلارنىڭ ئەدەپ ـ ئەخلاقلىرى)، "عين الأخبار" «ئەينۇل ئەخبار» (خەۋەرلەر) ۋە "كتاب المعارف" «كىتابۇل مەئارىف» (مائارىپ ئىلمى) قاتارلىق ئەسەرلىرى بىلەن داڭق چىقارغان.

ابن قيّم الجوزيّة، محمد بن أبي بكر الزرعي: (قەييىمىل جەۋزىيە، ئىبنى قەييىمىل جەۋزىيە، مۇھەممەد ئىبنى ئەبۇ بەكرى زەرەئىي) (ھ ?ـ 751 / م ?ـ 1350). دىمەشقلىق ھەنبەلىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. مەشھۇر دىنىي ئىسلاھاتچى. ئىبنى تەيمىيىنىڭ شاگىرتى. ئۇنىڭ بىلەن بىرگە زىندانغا تاشلانغان. مۇتەكەللىمىن، پەيلاسوپلارغا قارشى پىكىردە بولغان. ئۇنىڭ ئەسەرلىرى كۆپ بولۇپ، "زاد المعاد" «زادۇل مائاد»، "مدارج السالكين" «مەدارىجۇسسالىكىين»، "إعلام الموقعين" «ئىئلامۇل مۇۋەققىئىين»، "الطرق الحكمية" «ئەتتۇرۇقۇل ھىكەمىيە»، "الكافية الشافية" «ئەلكافىيەتۇششافىيە»، "شفاء العليل" «شىفائۇل ئەلىيل»، "روضة المحبين" «رەۋزەتۇل مۇھىببىين»، "الفوائد" «ئەلفەۋائىد» قاتارلىقلار ئۇ ئەسەرلەرنىڭ بىر قىسمىدۇر.

ابن كثير (إسماعيل): (ئىبنى كەسىر، ئىسمائىل) (ھ 699ـ 773 / م 1300ـ 1372). دىمەشقلىق مۇپەسسىر، مۇھەددىس، تارىخچى. "تفسير ابن كثير" «تەفسىر ئىبنى كەسىير» (تەپسىر ئىبنى كەسىر) ناملىق «قۇرئان كەرىم» تەپسىرى ۋە "البداية والنهاية" «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» (باشلىنىش ۋە ئاخىرلىشىش) ناملىق تارىخ كىتابى بىلەن داڭق چىقارغان.

ابن ماجَة، ماجة، محمد بن يزيد القزويني أبو عبد الله: (ئىبنى ماجە، ماجە، مۇھەممەد ئىبنى يەزىدىل قەزۋىينى ئەبۇ ئابدۇللاھ) (ھ ?ـ 273 / م ?ـ 887). مەشھۇر مۇھەددىس ۋە مۇپەسسىر. قەزۋىينلىك. ئۇنىڭ مەشھۇر ئالتە ھەدىس كىتابىنىڭ بىرى بولغان "السنن" «ئەسسۇنەن» (سۇنەنى ئىبنى ماجە) ناملىق ھەدىس توپلىمى بار.

ابن مالك، أبو عبد الله محمد بن عبد الله: (ئىبنى مالىك، ئەبۇ ئابدۇللاھ ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ 600ـ 672 / م 1204ـ

1274). ئىسپانىيىلىك تىلشۇناس، مەشھۇر گىراماتىكىشۇناس ئالىم. جەييانىدا تۇغۇلۇپ، دەمەشقتە ياشىغان ۋە شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ گىراماتىكا ھەققىدە "الكافية الشافية" «ئەلكافىيەتۇششافىيە»، "لامية الأفعال" «لامىيەتۇل ئەفئال» ۋە "شواهد التوضيح" «شەۋاھىدۇتتەۋزىھ»، ئەرەب تىلى گىراماتىكا قائىدىلىرىنىڭ ھەممىسىنى مىڭ بېيىتقا يىغىنچاقلاپ يازغان "الألفية" «ئەلفىيە» ناملىق كىتابلىرى بار. ئوغلى بەدرۇددىن مۇھەممەد (ھ ؟ - 686 / م ؟ - 1287) ئۇنىڭدىن تەلىم ئېلىپ، "شرح الألفية" «شەرھى ئەلفىيە»نى ۋە "لامية الأفعال" «لامىيەتۇل ئەفئال»نىڭ شەرھىسىنى يازغان.

ابن مجاهد (أبو بكر أحمد): (ئىبنى مۇجاھىد، ئەبۇ بەكرى ئەھمەد) (ھ ؟ - 324 / م ؟ - 936). باغدادلىق ئالىم، ئۆز دەۋرىدىكى قارىيلارنىڭ پېشۋاسى. ئۇنىڭ قىرائەت توغرىسىدا يازغان بىرقانچە پارچە ئەسىرى بار.

ابن ملجم (عبد الرحمن): (ئىبنى مۇلجەم، ئابدۇراھمان) (ھ ؟ - 40 / م ؟ - 660). خاۋارىجلاردىن بولۇپ، كۇفە مەسجىدىدە ھەزرىتى ئەلىنى سۇيىقەست بىلەن ئۆلتۈرۈۋەتكەن.

ابن نجيم (زين الدين): (ئىبنى نەجىم، زەينۇددىن) (ھ ؟ - 970 / م ؟ - 562). مىسىرلىق ھەنەفىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. ئۇنىڭ فىقھى توغرىسىدا "الأشباه والنظائر" «ئەلئەشباھۇ ۋەننەزائىر»، نەسەفىينىڭ "كنز الدقائق" «كەنزۇددەقائىق» (ئىنچىكە مەنىلەرنىڭ خەزىنىسى) ناملىق كىتابىغا يازغان شەرھى "البحر الرائق في شرح كنز الدقائق" «ئەلبەھرۇررائىق فى شەرھى كەنزىددەقائىق» (سۆزۈك دېڭىز) ناملىق كىتابى بار.

ابن النديم (محمد بن إسحاق أبو الفرج): (ئىبنى ئىبنى نەدىم، مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق ئەبۇلفەرەج) (ھ ؟ - 391 / م ؟ - 1000). باغدادلىق ئەدىب، ئۇ "الفهرست" «ئەلفىھرەست» ناملىق كىتابى بىلەن مەشھۇر.

ابن النفيس (علي بن أبي الحزم): (ئىبنى نەفىس، ئەلى ئىبنى ئەبۇ ھەزمى) (ھ 607 - 687 / م 1210 - 1288). تېۋىپ، پەيلاسوپ. دەمەشقتە تۇغۇلۇپ، قاھىرەدە ۋاپات بولغان. مىسىر تېۋىپلىرىنىڭ پېشۋاسى، ئۇنىڭ "شرح قانون ابن سينا" «شەرھى قانۇنى ئىبنى سىنا» (ئىبنى سىنانىڭ «قانۇنى»غا شەرھى) ۋە "موجز القانون" «مۇجىزۇل قانۇن» («قانۇن» نىڭ قىسقارتىلمىسى)، "الموجز في الطب" «ئەلمۇجىز فىتتىب» (تېبابەت ھەققىدە قىسقىچە بايان)، "الشامل في الطب" «ئەششامىلۇ فىتتىب» (تېبابەت ھەققىدە ئومۇمىي بايان) قاتارلىق ئەسەرلىرى بار. ئۇ كىچىك قان تومۇرلاردىكى قان ئايلىنىشىنى ئۆلچەش ئەسۋابىنى كەشىپ قىلغان.

ابن هشام (عبد الملك): (ئىبنى ھىشام، ئابدۇلمەلىك) (ھ ؟ - 213 / م ؟ - 828). مەشھۇر تارىخچى. ئىبنى ئىسھاق يازغان رەسۇلۇللاھنىڭ تەرجىمىھالىدىن پايدىلىنىپ، "سيرة الرسول" «سىيرەتۇررەسۇل» (رەسۇلۇللاھنىڭ تەرجىمىھالى) ناملىق كىتابىنى يازغان. ئۇنىڭ يەنە "التيجان في ملوك حمير" «ئەتتىيجان فى مۇلۇكى ھىمىيەر» ناملىق كىتابىمۇ بار.

ابن الهمام كمال الدين محمد: (ئىبنى ھۇمام، كامالىددىن مۇھەممەد) (ھ ؟ - 861 / م ؟ - 1457). مىسىرلىق، ھەنەفىي مەزھىپىدىكى

داگلىق فەقىھ، ئۇنىڭ ئۇسۇل توغرىسىدا "التحرير" «ئەتتەھرىر» ۋە "فتح القدير" «فەتھۇل قەدىر» ناملىق كىتابلىرى بار.

أبو الأسود الدولي، ظالم بن عمرو بن سفيان بن جندل الدولي: (ئەبۇ ئەسۋەد دۇۋەلى، زالىم ئىبنى ئەمرى ئىبنى سۇفيان ئىبنى جەندەلىددۇۋەلى) (ھ ?_69 / م 605_688). تابىئىنلاردىن بولۇپ، لۇغەتشۇناس، فىقھشۇناس، ھازىر جاۋاب ئەدىب ئىدى. بەزىلەر ئۇنى نەھۋى ئىلمىنىڭ ئاساسچىسى دەپ قارايدۇ. خەلىپە ئۆمەر زامانىدا بەسرەدە تۇرغان. خەلىپە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب تەرىپىدىن بەسرەگە ئەمىر قىلىپ تەيىنلەنگەن، خاۋارىجلارغا قارشى قوشۇن تارتقان. قۇرئاننىڭ توغرا تەلەپپۇز قىلىنىشى ئۈچۈن زەبەر، زىر، پىش قاتارلىق بەلگىلەرنى ئىجاد قىلغان. ئۇنىڭ نەشىر قىلىنغان بىر شېئىرلار دىۋانى بار.

أبو أمامة الباهلي، سدى بن عجلان بن وهب: (ئەبۇ ئۇمامەتۇلباھىلى، سەدا ئىبنى ئەجلان ئىبنى ۋەھب) (ھ ?_81 / م ?_700). ساھابە. ھەزرىتى ئەلى بىلەن سىففىين ئۇرۇشىدا بىللە بولغان. 250 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

أبو أيوب الأنصاري (خالد بن زيد): (ئەبۇ ئەييۇب ئەنسارى، خالىد ئىبنى زەيد) (ھ ?_52 / م ?_672). مەدىنىلىك ساھابە، خەزرەج قەبىلىسىدىن. رەسۇلۇللاھ ھىجرەت قىلىپ مەدىنىگە كەلگەن كۈنى مۇشۇ كىشىنىڭ ئۆيىگە چۈشكەن. ئۇ، قۇستەنتىيە (كونىستانتىنوپول)نى فەتھى قىلىش ئۇرۇشىدا شېھىت بولغان.

أبو بردة عامر بن أبو موسى عبد الله بن قيس الأشعري: (ئەبۇ بۇردە، ئامىر ئىبنى ئەبۇ مۇسا ئابدۇللاھ ئىبنى قەيسىل ئەشئەرى) (ھ ?_103 / م ?_721). تابىئىنلاردىن بولۇپ، كۇفەگە قازى بولغان.

أبو بكر بن أبي شيبة، عبدالله بن محمد بن إبراهيم بن عثمان العبسي (ابن أبي شيبة): (ئەبۇ بەكرى ئىبنى ئەبۇ شەيبەم ئابدۇللاھ ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ئىبراھىم ئىبنى ئوسمانىل ئەبەسى، ئىبنى ئەبى شەيبە) (ھ 159_235 / م 776_850). مەشھۇر ئىماملارنىڭ بىرى، ھەدىسشۇناسلارنىڭ كاتتىسى. "المسند" «ئەلمۇسنەد» (12جىلدلىق)، "المصنف" «ئەلمۇسەننىف» ۋە "التفسير" «ئەتتەفسىر» قاتارلىق چوڭ ھەدىس كىتابلىرىنىڭ مۇئەللىپى. ئۇ ئوسمان ئىبنى ئەبۇ شەيبە ۋە قاسىم ئىبنى ئەبۇ شەيبە قاتارلىق ھەدىسشۇناس ئالىملار بىلەن قېرىنداش. كۇفىدا ۋاپات بولغان.

أبو بكر الصديق (عبد الله): (ئەبۇ بەكرى سىددىق، ئابدۇللاھ) (م 573_634). ھىجرىيە 11_يىلىدىن 13_يىلىغىچە خەلىپە بولغان. چاھارىيارلارنىڭ بىرىنچىسى. مۇئمىنلەرنىڭ ئانىسى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئاتىسى. مۇرتەدلەرگە قارشى جىھاد قىلىپ، مۇسەيلىمە كاززاپنى مەغلۇپ قىلغان. مەدىنىدە ۋاپات بولغان.

أبو بكر عبد الرحمن ابن حرث: (ئەبۇ بەكرى ئابدۇراھمان ئىبنى ھەرس) (ھ ?_94 / م ?_713). مەدىنە مۇنەۋۋەرەدىكى مەشھۇر يەتتە فەقىھنىڭ بىرى. ھىجرىيە 94_يىلى بىر تۈركۈم فەقىھلەر ۋاپات بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇ يىل «فەقىھلەر يىلى» دەپ ئاتالغان.

أبو تمام (حبيب بن أوس الطائي): (ئەبۇ

تەممام، ھەبىب ئىبنى ئەۋس تائى) (ھ 190 ـ 230 / م 806 ـ 845). ئابباسىيلار شائىرى، دەمەشقتە تۇغۇلۇپ، مەۋسىلدە ۋاپات بولغان. خەلىپىلەرنى، بولۇپمۇ مۇئتەسىمنى مەدھىيىلەيدىغان شېئىرلارنى كۆپ يازغان. بەدىئىي تەسەۋۋۇرغا ناھايىتى باي ئىدى. ئۇنىڭ "ديوان أبي تمام" «دىۋانى ئەبى تەممام» ناملىق بىر شېئىرى دىۋانى ھەمدە "الحماسة" «ئەلھەماسە» ناملىق (باشقا شائىرلارنىڭ شېئىرلىرىدىن توپلىغان) بىر توپلىمى بار.

أبو جهل (عمرو بن هشام): (ئەبۇ جەھل، ئەمرى ئىبنى ھىشام) (م ؟ ـ 623). قۇرەيش قەبىلىسىدىن، ئابرۇيلۇق ۋە باي كىشى بولۇپ، بەنىي مەخزۇم ئايمىقىنىڭ كاتتىسى ئىدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ناھايىتى ئۆچ بولۇپ، ئۇنىڭغا ناھايىتى كۆپ ئەزىيەت يەتكۈزگەن، بەدرى ئۇرۇشىدا ئۆلتۈرۈلگەن.

أبو الحجاج المزي يوسف بن عبد الرحمن بن يوسف جمالدين بن الزكي: (ئەبۇلھەججاجىل مىززىي، يۇسۇف ئىبنى ئابدۇراھمان ئىبنى يۇسۇف جامالۇددىن ئىبنى زەكىي) (ھ 654 ـ 742 / م 1256 ـ 1341). شامدا ئۆتكەن مەشھۇر مۇھەددىس، لۇغەت ۋە ھەدىس ئىلمىدە يېتىشكەن ئالىم. 34 توملۇق "تهذيب الكمال" «تەھزىيبۇلكامال في ئەسمائىررىجال»، يەنە "تحفة الأشراف" «تۇھفەتۇل ئەشراف»، "المنهج الأحمد" «ئەلمەنھەجۇل ئەھمەد» قاتارلىق نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان.

أبو الحسن عز الدين علي بن محمد الجزري (باب الامير): (ئەبۇلھەسەن ئىززۇددىن ئەلى ئىبنى مۇھەممەد جەزەرى) (ھ ؟ ـ 630 / م ؟ ـ 1233). مەشھۇر تارىخشۇناس بولۇپ، مۇھىم ئەسەرلەرنى يازغان. مەشھۇر ئون جىلدلىق "تاريخ الكامل" «تارىخۇل كامىل» ۋە ساھابىلەرنىڭ تەرجىمھالى خاتىرىلەنگەن "اسد الغابة" «ئەسەدۇلغابە» ناملىق كىتابلار مۇشۇ زاتنىڭ ئەسەرلىرىدۇر.

أبو داود سليمان ابن أشعث بن إسحاق الأزدي السجستاني: (ئەبۇ داۋۇد سۇلەيمان ئىبنى ئەشئەس ئىبنى ئىسھاقىل ئەزدىس سىجىستانى) (ھ 202 ـ 275 / م 818 ـ 889). «سىھاھ سىتتە» كىتابلىرىنىڭ بىرى بولغان "سنن أبي داود" «سۈنەنى ئەبۇ داۋۇد»نىڭ توپلىغۇچىسى. بۇ زات خۇراسان، شام، ئىراق قاتارلىق جايلارنى كېزىپ يۈرۈپ چوڭ مۇھەددىسلەردىن ھەدىس تەلىم ئالغان. بۇ زات توپلىغان «سۈنەنى ئەبۇ داۋۇد» ناملىق كىتابتا 4800 ھەدىس بار. بۇ ھەدىسلەر يۈزمىڭ ھەدىس ئىچىدىن تاللىنىپ، ئىمام ھەنبەل (ئىمام ئەھمەد)گە كۆرسىتىلگەندە، ئالاھىدە ئالقىشلانغان. بۇ زات مەشھۇر ئىماملاردىن بولۇپ، ھەدىس، فىقھى ۋە ئۇسۇلى فىقھى ئىلمىدە يۇقىرى سەۋىيىگە ئىگە ئىدى.

أبو الدرداء عويمر بن مالك بن قيس بن أمية الأنصاري الخزرجي: (ئەبۇددەرداﺋ، ئۇۋەيمىر ئىبنى مالىك ئىبنى قەيس ئىبنى ئۇمەييەتىل ئەنسارىل خەزرەجى) (ھ ؟ ـ 32 / م ؟ ـ 652). ئىسلامىيەتتىن ئىلگىرى مەدىنىدە سودا بىلەن بىلەن شۇغۇللانغان. ئىسلامىيەتتىن كېيىن قەيسەرلىكى ۋە ئىبادەتگۇيلىقى بىلەن تونۇلغان دانىشمەن، زاھىد ساھابە. ھەدىستە: «ئۇۋەيمىر (ئەبۇ دەرداﺋنى دېمەكچى) ئۈممىتىمنىڭ ھەكىمىسى» دېيىلگەن. خەلىپە ئۆمەر تەرىپىدىن دەمەشقكە قازى قىلىنىپ تەيىنلەنگەن. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەۋرىدە قۇرئاننى يادقا ئېلىپ قارىي بولغان ساھابىلارنىڭ بىرى. 179 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

أبو ذر الغفاري، جندب بن جنادة بن سفيان بن عبيد: (ئەبۇ زەررىلغىفارى، جۇندۇب ئىبنى جەنادە ئىبنى سۇفيان ئىبنى ئۇبەيد) (ھ ?-32 / م ?-652). تۇنجى تۈركۈمدە ئىسلامغا كىرگەن ساھابىلەردىن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن شامغا كۆچۈپ كەتكەن. 281 ھەدىس رىۋايەت قىلغان. ئۇ ئىنتايىن سېخىي بولۇپ، پۇل-مال توپلىمىغان، مەدىنىنىڭ رەبزە دېگەن جايىغا سۈرگۈن قىلىنغان، ۋاپات بولغانغا قەدەر شۇ يەردە ياشىغان. ۋاپات بولغاندا ئۆيىدە كېپەنلىككە يارىغۇدەك بىر نەرسىسمۇ يوق ئىدى.

أبو السُّعود العمادي: (ئەبۇ سۇئۇدىل ئىمادى) (ھ 898-982 / م 1493-1574). تۈركلەردىن چىققان فەقىھ ئۆلىما، يازغۇچى ۋە شائىر، «قانۇننامە» ناملىق ئەسەرىدە دۆلەتنى ئىدارە قىلىش ئۇسۇللىرى ۋە پرىنسىپلىرىنى ئوتتۇرىغا قويغان، مەشھۇر مۇفتى. ئۇنىڭ "تفسير أبي السعود" «تەفسىرۇ ئەبىسسۇئۇد» (ئەبى سۇئۇد تەپسىرى) نامى بىلەن تونۇلغان "إرشاد العقل السليم إلى مزايا الكتاب الكريم" «ئىرشادۇل ئەقلىسسەلىم ئىلا مەزايەل كىتابىل كەرىم» ناملىق تەپسىر كىتابى ئەڭ مەشھۇر.

أبو سعيد الخدري، سعد بن مالك بن سنان الخزرج الأنصاري: (ئەبۇ سەئىدىل خۇدەرى، سەئد ئىبنى مالىك ئىبنى سەنانىل خەزرەجىل ئەنسارى) (ھ ?-74 / م ?-693). كۆپ ھەدىس رىۋايەت قىلغان يەتتە ساھابىنىڭ بىرى بولۇپ، 1170 ھەدىس رىۋايەت قىلغان. ئۇ داۋاملىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئىدى.

أبو سفيان (صخر بن حرب بن أمية): (ئەبۇ سۇفيان، سەخرى ئىبنى ھەرب ئىبنى ئۇمەييە) (ھ ?-31 / م ?-652). قۇرەيش قەبىلىسىدىكى چوڭ سودىگەر. ئىسلامغا قاتتىق دۈشمەنلىك قىلغانلارنىڭ بىرى. ئوھۇد ۋە خەندەك غازىتىدا مۇشرىكلارغا قوماندان بولغان. مەككە فەتھى بولغان كۈنى ئىسلامغا كىرگەن. ئۇمەييىلەر سۇلالىسىنىڭ قۇرغۇچىسى مۇئاۋىيەنىڭ دادىسى.

أبو شريح العدوي خويلد بن عمرو: (ئەبۇ شۇرەيھىل ئەدەۋىي، خۇۋەيلىد ئىبنى ئەمرى) (ھ ?-68 / م ?-688). مەككە فەتھىدە بايراق كۆتۈرگەن ساھابە.

أبو الشعثاء، جابر بن زيد البصري: (ئەبۇششەئسائ، جابىر ئىبنى زەيدىل بەسەرى) (ھ 21-93 / م 642-712). تابىئىنلاردىن بولغان كاتتا فەقىھ. ئىبنى ئابباسنىڭ شاگىرتى. ئۇ ۋاپات بولغان كۈنى قەتادە: «بۈگۈن ئىراق ئەھلىنىڭ ئەڭ بىلىملىك ئادىمى قازا قىلدى» دېگەن.

أبو طالب بن عبد المطلب (عبد مناف): (ئەبۇ تالىب ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىب، ئابدۇمەناف) (م ?-620). رەسۇلۇللاھنىڭ ئاتا تەرەپ تاغىسى، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دادىسى. ئۇ رەسۇلۇللاھنىڭ دادىسى ۋاپات بولغاندىن كېيىن رەسۇلۇللاغا ھامىي بولۇپ، بېقىپ چوڭ قىلغان. گەرچە ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلمىغان بولسىمۇ، رەسۇلۇللاھنى داۋاملىق قوغدىغان.

أبو ظبي: (ئەبۇ زەبىي). ئەرەب بىرلەشمە خەلىپىلىكىگە قاراشلىق بىر خەلىپىلىك. سەئۇدى، قاتار، ئوممان ۋە دۇبەي ئارىسىدىكى ئارالغا جايلاشقان. پايتەختى ئەبۇ زەبىي. ئۇنىڭ تەۋەلىكىدە 200 ئارال بار.

پورتۇگالىيە 16 ـ ئەسىردە ئۇنى مۇستەملىكە قىلىۋالغان. 1624 ـ يىلى ئازاد بولغان. بۇ خەلىپىلىكنى 1816 ـ يىلى شەيخ شەخبۇت ئىبنى دەييىاب قۇرغان. مول نېفىت بايلىقىغا ۋە ئىقتىسادىي ئەۋزەللىككە ئىگە.

أبو عبد الرحمن سلمي: (ئەبۇ ئابدۇراھمان سۇلەمى) (ھ ?ـ 74 / م ?ـ 693). تابىئىنلار ـ دىن چىققان چوڭ فەقىھ ئىدى. قىرائەت ئىلمىدە پېشۋا بولۇپ، قۇرئاننى خىلمۇخىل ئۇسلۇبتا ئوقۇيتتى. قىرائەت ئىلمىنى ئوسمان ئىبنى ئەففاندىن ئۆگەنگەن. بۇ زات پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىدە 40 يىل قۇرئان تىلاۋەت بىلەن مەشغۇل بولغان. ھەممە ئادەم ئۇنىڭ قىرائىتىنى تولىمۇ ئىخلاس بىلەن تىڭشايتتى. فىقھى جەھەتتىمۇ يۇقىرى سەۋىيىگە ئىگە ئىدى.

أبو عبيد القاسم بن سلام الحروي الخراساني البغدادي (أبو عبيدة): (ئەبۇ ئۇبەيدىلقاسىم ئىبنى سالامىل ھەرەۋىل خۇراسانىل بەغدادى، ئەبۇ ئۇبەيدە) (ھ 157 ـ 224 / م 774 ـ 838). ھەدىس، فىقھى ۋە تىل ـ ئەدەبىياتتا يېتىشكەن كاتتا ئالىم. ھىراتتا تۇغۇلغان. كېيىن باغدادقا يەرلەشكەن. 18 يىل تاراسۇس دېگەن جايغا قازى بولغان. يازغان كىتابلىرى ھايات ۋاقتىدىلا كىشىلەر ئارىسىدا كەڭ تارقالغان. ھەدىس سۆزلۈكلىرى ھەققىدە 40 يىلدا يېزىپ چىققان 4 جىلدلىق "الغريب المصنف" «ئەلغەرىبۇل مۇسەننىف» ناملىق كىتابى بار ۋە "الطهور" «ئەتتۇھۇر»، "الأجناس من كلام العرب" «ئەلئەجناس مىن كەلامىل ئەرەب»، "أدب القاضي" «ئەدەبۇل قازى»، "فضائل القرآن" «فەزائىلۇل قۇرئان»، "الأمثال" «ئەلئەمسال»، "المذكر والمؤنث" «ئەلمۇزەككەر ۋەلمۇئەننەس»، "المقصور والممدود" «ئەلمەقسۇر ۋەلمەمدۇد»، "الأموال"

«ئەلئەمۋال»، "الإيمان" «ئەلئىمان» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان. ئىمام جاھىز: «ھېچكىم ئىبنى سالامدەك سەھىھ ۋە پايدىلىق كىتابلارنى يېزىپ باقمىغان» دېگەن.

أبو عبيدة الجراح، هلال القرشي (عامر بن عبد الله): (ئەبۇ ئۇبەيدەتۇل جەرراھ، ئامىر ئىبنى ئابدۇللاھ، ھىلالۇل قۇرەشى) (ھ ?ـ 18 / م ?ـ 639). فىھرىلىك. قۇرەيش قەبىلىسىدىن. جەننەت بىلەن بىشارەت بېرىلگەن ئون ساھابىنىڭ بىرى. رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭغا "أمين الأمة" «ئەمىنۇل ئۇممە» (مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشەنچلىك ئادىمى) دەپ نام بەرگەن. خالىدتىن كېيىن شامنى فەتھى قىلىشقا ئاتلانغان قوشۇنغا قوماندانلىق قىلغان. بۇرۇن ئىسلامغا كىرىپ بارلىق ئۇرۇشلارغا قاتناشقان. ئوھۇد كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پېشانىسىگە تەگكەن ئوقنى چىشى بىلەن چىشلەپ چىقارغاندا ئالدى ئىككى چىشى چۈشۈپ كەتكەن. يۇقۇملۇق كېسەل سەۋەبىلىك قازا قىلغان.

أبو العلاء المعري: (ئەبۇلئەلا مەئەررى) (ھ 362 ـ 449 / م 973 ـ 1057). مەئەررەدە ياشى ـ غان پەيلاسوپ شائىر، مۇتەپەككۇر. تۆت يېشىدا كۆزىدىن ئايرىلغان (كۆزى تۇتۇلۇپ قالغان). ھەلەب، تىرابلىس، ئانتاكيىلەردە ئوقۇغان. كىشىلەردىن ئايرىلىپ زاھىدلىق بىلەن كۈن ئۆتكۈزگەن. ئۇ ناھايىتى ھېسسىياتچان، ئەقىللىق، ئۆتكۈر تەنقىدچى، ناھايىتى سەزگۈر، يېگانىلىقنى ۋە زاھىدلىقنى ياقتۇرىدىغان ئادەم ئىدى. ئۇنىڭ "سقط الزند" «سەقتۇززەند» ناملىق قەسىدىلەر توپلىمى، پەلسەپە توغرىسىدا "اللزوميات" «ئەللۇزۇمىيات»، ئىلاھىي ئاجايىباتلار توغرىسىدا "رسالة الغفران" «رىسالەتۇل غۇفران» (تۆۋىنامە) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

أبوعمر يوسف بن عبد الله بن محمد (ابن عبد البر): (ئەبۇ ئۇمەر يۇسۇف ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى مۇھەممەد، ئىبنى ئابدۇلبەر) (ھ 368 ـ 463 / م 978 ـ 1071). مەشھۇر ھەدىسشۇناس. مۆتىۋەر فەقىھ، تارىخشۇناس، ئەدىب. «مەغرىبنىڭ مۇھەددىسى» دەپ ئاتالغان. ئەندەلۇس (ئىسپانىيە)دە تۇغۇلغان. لىشبونە ۋە سەنتەرىين شەھەرلىرىگە قازى بولغان. "الدرر في اختصار المغازي والسير" «ئەددۇرەر فى ئىختىسارىل مەغازىي ۋەسسىيەر»، "العقل والعقلاء" «ئەلئەقلۇ ۋەلئۇقەلا»، "جامع بيان العلم وفضله" «جامىئۇ بەيانىل ئىلمى ۋە فەزلىھى»، "المدخل" «ئەلمەدخەل»، "بهجة المجالس" «بەھجەتۇل مەجالىس» قاتارلىق نۇرغۇنلىغان ئەسەرلىرى بار.

أبو الفداء (إسماعيل): (ئەبۇلفىدا، ئىسمائىل) (ھ 671 ـ 731 / م 1273 ـ 1331). ئەمىر، تارىخشۇناس، جۇغراپىيىشۇناس. ئۇنىڭ "تقويم البلدان" «تەقۋىمۇل بۇلدان» (جۇغراپىيە لۇغىتى) ۋە "المختصر في أخبار البشر" «ئەلمۇختەسەر فى ئەخبارىل بەشەر» (قىسقىچە جاھان تارىخى) ناملىق كىتابلىرى بار.

أبو الفرج الأصبهاني (علي بن الحسين): (ئەبۇلفەرەجىل ئەسبەھانى، ئەلى ئىبنى ھۇسەين) (ھ ؟ ـ 356 / م ؟ ـ 967). ئاbbasىيلار دەۋرىدە ئۆتكەن مەشھۇر جامائەت ئەرباب. كۆزگە كۆرۈنگەن تارىخچى. باغدادتا ياشاپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. مەھلەبىيلەر ۋەزىرىگە يېقىنلىشىپ، ئۇنىڭ ھىمايىسىگە ئېرىشكەن. ئۇ ئەرەب ئەدەبىياتىنىڭ ئەڭ مەشھۇر مەنبەسى دەپ قارىلىدىغان "الأغاني" «ئەلئەغانىي» ناملىق كىتابنىڭ مۇئەللىپى. ئۇنىڭ "مقاتل الطالبين" «مەقاتىلۇتتالىبيىن» قاتارلىق نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار.

أبو القاسم البغوي (عبد الله بن محمد بن عبد العزيز): (ئەبۇلقاسىمىل بەغەۋى، ئابدۇللاھ ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلئەزىز) (ھ 213 ـ 317 / م 828 ـ 929). مەشھۇر ھەدىسشۇناس، ئىراقنىڭ بەغشۇر دېگەن يېرىدىن. ئۇ "معجم الصحابة" «مۇئجەمۇسساھابە» (ساھابىلارنىڭ تەرجىمھالى)، "الجعديات" «ئەلجەئدىيات» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان. ئۇ باغدادتا ۋاپات بولغان.

أبو القاسم الطبراني (سليمان بن أحمد بن أيوب اللخم الشامي): (ئەبۇلقاسىم تەبەرانىي، سۇلەيمان ئىبنى ئەھمەد ئىبنى ئەييۇبىل لەخمىششامى) (ھ 260 ـ 360 / م 873 ـ 971). مەشھۇر ھەدىسشۇناس. ھەدىس توغرىسىدا "المعجم الكبير" «ئەلمۇئجەمۇل كەبىر»، "المعجم الأوسط" «ئەلمۇئجەمۇل ئەۋسەت»، "المعجم الصغير" «ئەلمۇئجەمۇسسەغىير»، "الأوائل" «ئەلئەۋائىل»، "دلائل النبوة" «دەلائىلۇن نۇبۇۋۋە» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان.

أبو الليث السمرقندي (نصر، إمام المهدي): (ئەبۇللەيس سەمەرقەندى، نەسر، ئىمام مەھدى) (ھ ؟ ـ 373 / م ؟ ـ 983). ھەنەفىي ئىماملىرىدىن بىرى بولغان فەقىھ، تەرىقەتچى. ئۇ "تفسير القرآن" «تەفسىرۇل قۇرئان»، "نوازل" «نەۋازىل»، "العيون" «ئەلئۇيۇن» قاتارلىق تەپسىرلەرنى؛ ۋەز-نەسىھەت توغرىسىدا "تنبيه الغافلين" «تەنبىيھۇل غافىلىين» (غاپىللار سەمىگە)، تەرىقەت توغرىسىدا "بستان العارفين" «بوستانۇل ئارىفىين» (ئارىفلار گۈلىستانى) ناملىق ۋەز-نەسىھەت خاراكتېرىدىكى كىتابلىرى بار. «ئىمام مەھدى» دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان.

أبو محمد طلحة بن عبدالله: (ئەبۇ مۇھەممەد تەلھە ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ ؟ ـ 16 / م ؟ ـ 637). ساھابىلەرنىڭ چوڭلىرىدىن بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن نۇرغۇن ھەدىس رىۋايەت قىلغان. ناھايىتى قولى ئوچۇق كىشى بولغانلىقى ئۈچۈن، ساھابىلەر ئىچىدە «سېخىي» دەپ ئاتالغان ئەربابلىرىدىن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نۇرغۇن ئىشلاردا ئەبۇ تەلھە بىلەن مەسلىھەتلىشەتتى. ئۇھۇد جېڭىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى قوغداش ئۈچۈن كۆكرەك كېرىپ ئوتتۇرىغا چىقىپ، دۈشمەنگە ئۆزىنى تۇتۇپ بەرگەن ۋە يىگىرمە تۆت يېرى يارىلانغان. ۋاپات بولغاندىن كېيىن بەسرەگە دەپنە قىلىنغان.

أبو مسلم الخراساني: (ئەبۇ مۇسلىم خۇراسانى) (ھ ؟ ـ 137 / م ؟ ـ 755). ئاببا- سىيلار دەۋەتچىسى ۋە سەركەردىسى. مەرۋەنى ئىشغال قىلىپ، 749 ـ يىلى كۇفىگە كىرگەن. ئابدۇللاھ ئىبنى مۇھەممەد سەففاھقا بەيئەت قىلغان. مەنسۇر ئۇنىڭ ئىشلىرىدىن ئەنسىرەپ ئۇنى قەتلى قىلدۇرتقان.

أبو نواس (الحسن بن هاني): (ئەبۇ نۇۋاس، ھەسەن ئىبنى ھانى) (ھ 140 ـ 199 / م 757 ـ 814). ئابباسىيلار دەۋرىدىكى ئەڭ داڭلىق شائىرلارنىڭ بىرى بولۇپ، مەي شائىرى دەپ ئاتالغان. رەشىد ئۇنى ئۆزىگە تارتىپ ئىشەنچلىك شائىرى قىلىۋالغان. بەرمەكىلەر بىلەن ئالاقە ئورناتقان. مەيگە، ئويۇن- تاماشىغا بېرىلىپ، ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدا تەۋبە قىلغان. ئۇنىڭ مەي توغرىسىدا يازغان بىر دىۋانى بار.

أبو هريرة (عبد الرحمن بن صخر الأزدي): (ئەبۇ ھۇرەيرە، ئابدۇراھمان ئىبنى سەخرىل ئەزدى) (ھ ؟ ـ 59 / م ؟ ـ 678). ساھابە. ھىجرىيىنىڭ 7 ـ يىلى مۇسۇلمان بولغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئەڭ كۆپ ھەدىس رىۋايەت قىلغان. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە بەھرەيىنگە ۋالىي بولغان. مەدىنىدە ۋاپات بولغان.

أبو الهول: (ئەبۇلھەۋل). مىسىر پىرئەۋنلىرىنىڭ ناھايىتى چوڭ تاش ھەيكىلى. جىيزە ئەھراملىرى ئالدىغا تىكلەنگەن بېشى ئادەمگە، تېنى شىرغا ئوخشايدىغان ئەپسانىۋى مەخلۇق. ئۇنىڭ كەڭلىكى 17 مېتىر، ئېگىزلىكى 39 مېتىر. يۇنانلىقلار «سفىنكس» دەپ ئاتايتتى. ئۇ دۇنيا بىناكارلىقىدىكى ئاجايىپ ـ غارايىپ ۋە نەپىس قۇرۇلۇشلارنىڭ بىرى. تەخمىنەن مىلادىيىدىن ئىلگىرىكى 2480 ـ يىلى خەفرەئە بىنا قىلغان.

أبو يحي مالك بن دينار: (ئەبۇ يەھيا مالىك ئىبنى دىنار) (ھ ؟ ـ 131 / م ؟ ـ 748). بۇ زات چوڭ فەقىھلەردىن بولۇپ، ئىمام ئەزەمنىڭ شاگىرتلىرىدىن ئىدى. ھاياتىنى تولىمۇ زاھىدلىقتا ئۆتكۈزگەن، ئۆيىدە بىر قۇرئان، تاھارەت ئالىدىغان بىر ئورىق، بىر پارچە بورىدىن باشقا مۈلكى يوق ئىدى.

أبو يزيد البسطامي (طيفور): (ئەبۇ يەزىد بەستامى، تەيفۇر) (ھ ؟ ـ 261 / م ؟ ـ 875). خۇراسانلىق مەشھۇر تەرىقەتچى. فەنا ۋە ۋەھدەتۇل ۋۇجۇد نەزەرىيىسىنىڭ تەشەببۇسچىسى. ئۇنىڭ مۇرىتلىرى «بسطامية» «بەستامىيە» ياكى «الطيفورية» «ئەتەيفۇرىيە» دەپ ئاتىلىدۇ.

أبو يوسف القاضي (يعقوب بن إبراهيم): (ئەبۇ يۇسۇف قازى، يەئقۇب ئىبنى ئىبراھىم)

(ھ ؟ ـ 182 / م ؟ ـ 798). كۇفىدا تۇغۇلغان. ئىمام ئەزەم ـــ ئەبۇھەنىفىنىڭ ئەڭ چوڭ شاگىرتى. مەھدى، هادى، رەشىد دەۋرلىرىدە باغدادتا قازى بولغان. ئۇ "قاضي القضاة" «قازىلارنىڭ قازىسى» دەپ ئاتالغانلارنىڭ تۇنجىسى. ھەنەفىي مەزھىپىدە تۇنجى قېتىم كىتاب يازغان زات، شۇنداقلا قىيىن مەسىلىلەرنى يېشىپ بەرگەن. بۇ زاتنىڭ "آمالي" «ئامالىي»، "نوادر" «نەۋادىر»، "الخراج" «ئەلخىراج» ۋە "الرد على سير الأوزاعي" «ئەررەددۇ ئەلا سىيەرىل ئەۋزائىي» (ئەۋزائىيلارغا رەددىيە) ناملىق كىتابى بار.

أبي بن كعب بن قيس بن زيد الأنصاري الخزرجي (أبو المنذر): (ئۇبەي ئىبنى كەئەب، ئىبنى قەيس ئىبنى زەيدىل ئەنسارىل خەزرەجى، ئەبۇلمۇنزىر ) (ھ ؟ ـ 21 / م ؟ ـ 642). كاتتا ساھابە، ئىسلامىيەتتىن بۇرۇن قەدىمىي كىتابلار بىلەن ھەپىلەشكەن يەھۇدىي ئالىملىرىدىن ئىدى. مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن ۋەھىي يازىدىغان كاتىپلاردىن بولغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بەدر، ئوھۇد، خەندەك ۋە باشقا بارلىق غازاتلارغا قاتناشقان، قىرائەتتە ساھابىلارنىڭ ئەڭ ئۈستىسى بولۇپ، ئىلىمدە كامالەتكە يەتكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا پەتىۋا بېرىشكە باشلىغان. ھەزرىتى ئوسمان زامانىدا قۇرئاننى توپلاشقا قاتناشقان. 164 ھەدىس رىۋايەت قىلغان. مەدىنىدە ۋاپات بولغان.

اتحاد الإمارات، الإمارات العربية المتحدة: (ئىتتىھادىل ئىمارات، ئەلئىماراتىل ئەرەبىيەتىل مۇتتەھىدە). ئىمارات. ئەبۇ زەبىي، دۇبەي، رەئىسۇلخەيمە، شارىقە، ئەجمان، فۇجەيرە، ئۇمۇلقەيۋەينى قاتارلىق ئارال خەلىپىلىكلىرىدىن تەركىب تاپقان

ئەرەب بىرلەشمە خەلىپىلىكى. 1971 ـ يىلى قۇرۇلغان. بۇلارنىڭ مەركىزى ئەبۇ زەبىي، ئاساسىي ئىقتىسادى نېفىتتىن كېلىدۇ.

الإثنا عشرية: (ئىسنا ئەشەرىيە). شىئە ئىمامىيە مەزھىپىدىكىلەرنىڭ ئاتىلىشى. بۇ مەزھەبتىكىلەر تۆۋەندىكى ئون ئىككى ئىمامنى پېشۋايىمىز دەپ قارايدۇ:

1. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ.
2. ھەسەن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ.
3. ھۇسەين رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ.
4. ئەلى زەينۇلئابىدىن.
5. مۇھەممەد باقىر.
6. جەئفەر سادىق.
7. مۇسا كازىم.
8. ئەلى رىزا.
9. مۇھەممەد جەۋۋاد.
10. ئەلى ھادى.
11. ھەسەن ئەسكەرى.
12. مۇھەممەد مەھدى.

الأثير، ابن الأثير: (ئىبنى ئەسىر). بۇ مۇشۇ نام بىلەن ئاتالغان ئۈچ قېرىنداشنىڭ ئورتاق نامى. ئۇلار ئىراقنىڭ مەۋسىل دېگەن يېرىدە ياشىغان. چوڭ ـ كىچىكلىك تەرتىۋى بويىچە:

1. مجد الدين المبارك: (مەجدۇددىن مۇبارەك، ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 545 ـ 607 / م 1150 ـ 1210). مۇھەددىس ۋە تىلشۇناس. ئۇنىڭ "النهاية في غريب الحديث والأثر" «ئەننىھايە فى غەرىيبىل ھەدىيسى ۋەلئەسەر» (ھەدىس ۋە ئەسەرلەردىكى قىيىن سۆزلەر)، "جامع الأصول" «جامئۇل ئۇسۇل» (جامئۇل ئۇسۇل) ناملىق كىتابلىرى بار.
2. عزالدين علي: (ئىززۇددىن ئەلى، ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 562 ـ 632 / م

1166 ـ 1234). تارىخشۇناس. ئۇ "الكامل في التـــاريخ" «ئەلكـامىلۇ فىتتـاريخ» (كامىل) ناملىق تارىخ كىتابىنى ۋە "أسد الغابة في معرفة الصحابة" «ئەسەدۇل غابە فـى مەئرىفەتىسساھابە» (ساھابىلەرنىڭ تەرجىمھالى) ناملىق كىتابىنى يازغان.

3. ضياء الدين نـصر الله: (زىيائۇددىن نەسرۇللا، ئىبنـى مـۇھەممەد) (ھ 559 ـ 637 / م 1163 ـ 1239). يـازغۇچى. ئـۇ "المثــل الســائر" «ئەلمەسەلۇسسائىر» (مەشـهۇر ماقـال ـ تەمـسىللەر) نـاملىق كىتابىنى يازغان.

أثينا: (ئاسىنا). گرېتسىيىنىڭ پايتەختى. دېڭىـــز قىرغىقىـــدىكى دۆلەت بولـــۇپ، مىلادىيىـدىن بـۇرۇنقى بەشـىنچى ئەسىرلەردە گـۈللەنگەن. ماكېـدونىيە، ئانـدىن رىمغـا بويسۇنغان، كېيىن ئوسـمانىيلارغا ئىتـائەت قىلغـان. بۇجـاي گـۈللەنگەن مەزگىلـلەردە نۇرغۇنلىغـــان پەلـــسەپە ئـــالىملىرى، ســەنئەتكارلار، سىياســيونلار ۋە ھەربـي قوماندانلار مەيدانغا چىققان.

أثيوبيــا: (ئاسىوبىيا يەنـى ئېفىئوپىيە). ئافرىقـا دۆلەتلىرىنىــڭ بىـرى. قەدىمــدە ھەبەشىـستان دېـگەن نـام بىـلەن مەشـهۇر بولغـان. ئۇنـىڭ پـايتەختى ئەددىس ئەبـبە. ئاھالىـسى ئەمھەرىـيە تىلىـدا سۆزلىـشىدۇ. ئـۇ يېقىنقى زامـانلاردا ئىتـالىيە مۇستەملىكىسىگە ئايلانغـــان. ئىككىنچـــى دۇنيـــا ئۇرۇشـــى ئاخىرلىششتىن بۇرۇن ئازاد بولغان. ئۇ يەردە 1963 ـ يىلـى ئافرىقـا بىرلىـك تەشـكىلاتى قۇرۇلغـــان. دۆلەت تۈزۈلمـــسى پادىـــشاھلىق تۈزۈمىدە بولـۇپ، ئـالىي رەھبىرى ئىمپېراتـور دېيىلىدۇ. ھـازىر بـۇ دۆلەتنـىڭ پادىـشاھلىق تۈزۈمى جۇمھۇرىيەت تۈزۈمىگە ئۆزگەرتىلدى.

اللآجُرُومِيَّة: (ئـاجۇرۇمىيە). ئەرەب تىلـى گراماتىكا ساھەسىدىكى ئىخچام بىر كىتابنىڭ ئىسمى. ئـۇ ماراكەشـلىك گراماتىكىـشۇناس ئىبنى ئاجۇرۇمىينىڭ باشلانغۇچ ئەرەب تىلـى گراماتىكـــا ساھەســـىدىكى ئـــاجۇرۇمىيە نەزەرىيىلىرىنىڭ قىسقارتىپ ئاتىلىشى بولۇپ، تاكى يېقىنغىچە باشلانغۇچ سەۋىيىدىكىلەرنىڭ ئەرەب تىلـى گراماتىكىـسىنى ئۆگىنىـشتىكى ئاساسلىق دەرسلىك ماتېرىيالى بولغان.

أحـــسن التقاســـيم في معرفـــة الأقـــاليم: (ئەھسەنۇتتەقاسىم فـي مەئرىفەتىـل ئەقالىم). شەمــشىددىن مەقدىــسى يازغــان جــۇغراپىيە كىتابى.

أحمد بن أبو جعفر الطحــاوى: (ئەھـمەد ئىبنى مـۇھەممەد ئەبـۇ جەئـفەر تەھاۋىي) (ھ 229 ـ 321 / م 843 ـ 933). مەشــهۇر ئــالىم بولۇپ، "أحكام القران" «ئەھكـامۇل قۇرئـان»، "معاني الآثار" «مەئانىل ئاسـار»، "مشكل الآثار" «مۇشـكۇلۇل ئاسـار»، "شرح الجـامع الكـبير" «شەرھى جامىئۇل كەبىـر»، "شـــرح الجـــامع الصغير" «شەرھى جامىئۇسسەغىر»، "الأوسط" «ئەلئەۋسەت»، "كتاب المناقــب لأبي حنيفـــة" «كىتابۇل مەناقىب لىئەبـي ھەنىفە»، "تاريخ الكبير" «تارىخۇل كەبىر» قاتـارلىق نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان.

أحمد بن عبد الله القرمي: (ئەھـمەد ئىبنى ئابدۇللاھ قـۇرەمى) (ھ ؟ ـ 943 / م ؟ ـ 1536). بــۇ زات "الفتــــاوى البزازيــــة" «ئەلفەتـاۋال بەززازىـيە» (بەززازىـيە پەتىـۋالىرى) نـاملىق چوڭ پەتـۋا كىتابىنىـڭ مـۇئەللىپى مـۇھەممەد بەززازدا ئوقــۇپ يېتىلگەن مــۇھەددىس، مۇپەسسىر، فەقىھ ئىدى. "حواشي علي التلويح" «ھەۋاشىي ئەلەتتەلۋىيھ» (تەلۋىھكە ھاشىيە)، "حواشي علي شرح العقائد النـسفية" «ھەۋاشـي

ئەلا شەرھىل ئەقائىدىننەسەفىيە» (ئەقائىد نەسەفىينىڭ شەرھىگە ھاشىيە) قاتارلىق كىتابلارنى يازغان.

أحمد بن علي أبو بكر رازي: (ئەھمەد ئىبنى ئەلى ئەبۇ بەكرى رازى) (ھ 305ـ370 / م 917ـ980). بۇ زات ئۆز زامانىسىدە ھەنەفىي مەزھىپىنىڭ پېشۋاسى ئىدى. باغدادتا دەرس ئۆتكەن. ئۇنىڭ نۇرغۇن ئەسەرلىرى بولۇپ، جۈملىدىن: "أحكام القران" «ئەھكامۇل قۇرئان» (قۇرئان ئەھكاملىرى)، "شرح مختصر الكرخي" «شەرھى مۇختەسەرىل كەرخىي»، "شرح مختصر الطحاوي" «شەرھى مۇختەسەرىتتەھاۋىي» (شەرھى تەھاۋىي)، "كتاب في أصول الفقه" «كىتاب فى ئۇسۇلىل فىقھى» (ئۇسۇلى فىقھى)، "أدب القضاء" «ئەدەبۇل قازا» (ئەدەبۇل قەزا) ناملىق كىتابلار شۇ كىشىنىڭ ئەسەرلىرىدىندۇر.

أحمد بن محمد ألقدوري: (ئەھمەد ئىبنى مۇھەممەد قۇدۇرى) (ھ 362ـ428 / م 972ـ1036). "ألقدوري" «قۇدۇرى» ناملىق مەشھۇر كىتابنىڭ مۇئەللىپى. فىقھشۇناس بولۇپ، مەشھۇر فەقىھ شەيخ ئەبۇ ھامىد ئىسفىرائىنى بىلەن قىلىشقان مۇنازىرىسى بىلەن مەشھۇر. ئىراقتا ھەنەفىي مەزھىپىدىكى ئەڭ نوپۇزلۇق ئالىم ئىدى. ئۇنىڭ "تجريد" «تەجرىد» ناملىق يەتتە جىلدلىق كىتابى بار بولۇپ، ئۇنىڭدا ئىمام ئەزەم بىلەن ئىمام شافىئىينىڭ ئوخشاش بولمىغان قاراشلىرى بايان قىلىنغان. يەنە "تقريب" «تەقرىب» ناملىق كىتابنى يازغان بولۇپ، ئۇنىڭدا ئىمام ئەزەم بىلەن ئۇنىڭ شاگىرتلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئىختىلاپىي مەسىلىلەر بايان قىلىنغان.

أحمد بن موسى شمس الدين الخيالي: (ئەھمەد ئىبنى مۇسا شەمسىددىن خىيالىي) (ھ 847ـ870 / م 1443ـ1465). ئىلمىي ئىشلاردا جۇشقۇن، ئىبادەتتە ئىستىقامەتلىك كىشى بولۇپ، كۈندە بىر قېتىملا تاماق يەيتتى. «خىيالىي» تەخەللۇسى بىلەن مەشھۇر. ئۇنىڭ "حواشي على شرح عقائد النسفية" «ھەۋاشىي ئەلا شەرھى ئەقائىدىننەسەفىيە» (ئاقائىد نەسەفىينىڭ شەرھىسىگە ھاشىيە)، "حواشي شرح التجريد" «ھەۋاشىي شەرھى تەجرىد» (تەجرىدنىڭ شەرھىسىگە ھاشىيە) ناملىق ئەسەرلىرى بولۇپ، مەشھۇر ئالىم ئابدۇلھەي لەكنەۋىي ئۇنىڭ "شرح عقائد" «شەرھى ئەقائىد» ناملىق كىتابقا يازغان ھاشىيىسى ھەققىدە: «بۇ، پايدىلىنىش قىممىتى يۇقىرى، ئېسىل ئەسەر بولۇپ، ئۆلىمالار تا ھازىرغىچە دەرسلىك قىلىپ كېلىۋاتىدۇ» دېگەن.

أحمد بن يحيى بن فضل الله العمري: (ئەھمەد ئىبنى يەھيا ئىبنى فەزلۇللا ئۇمەر) (ھ ?ـ749 / م ?ـ1348). تۈرلۈك ئىلىملەردە يېتىشكەن ئالىم بولۇپ، شافىئىي مەزھىپىدە ئىدى. ئۇ 27 جىلدلىق "مسالك الأبصار في ممالك الأمصار" «مەسالىكۇل ئەبسار فى مەمەلىكىل ئەبسار» ناملىق تارىخ كىتابنى يازغان. شۇنداقلا ھەزرىتى ئۇمەرنىڭ پەزىلەتلىرى ھەققىدە تۆت جىلدلىق ئەسەر يازغان. ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مەدھىيىلەپ يازغان بىر شېئىرىي دىۋانى بار.

أحمد جابر الصباح: (ئەھمەد جابىر سەبباھ) (ھ 1302ـ1369 / م 1885ـ1950). كۇۋەيتنىڭ پادىشاھى. 1921ـ يىلى ھاكىمىيەت بېشىغا چىققان. ئۇنىڭ دەۋرىدە ئىشلەپچىقىرىش قىلىپلاشتۇرۇلۇپ، دۆلەت ئىقتىسادى يۈكسەلگەن.

أحمد خان (سيد): (ئەھمەد خان، سەيد)

(ھ 1232-1315 / م 1817-1898). ھىندىس-تانلىق مەشھۇر دىنىي ئىسلاھاتچى، دېھلىدا تۇغۇلغان. مەشھۇر ئەلەيغەرە ئۇنىۋېرسىتېتىنى قۇرغان. ئۇنىڭ بىرقانچە ئەسەرلىرى بار بولۇپ، ئەڭ مەشھۇرى "تفسير القرآن" «تەفسىرۇل قۇرئان»دۇر.

أحمد مدحت: (ئەھمەد مەدھەت) (ھ 1257-1330 / م 1841-1912). تۈركىيىلىك ئەدىب، ژۇرنالىست. يېڭى تۈركىيىدىكى ئويغىنىش ھەرىكىتى بايراقدارلىرىنىڭ بىرى.

الأحنف بن قيس: (ئەھنەف ئىبنى قەيس) (ھ ؟-72 / م ؟-691). بەسرەدىكى بەنى تەمىم قەبىلىسىنىڭ ئاقساقىلى، ئىسلامنىڭ دەسلەپكى مەزگىلىدىكى ئەرەبلەرنىڭ دانىشمەنلىرى ۋە يېتەكچىلىرىدىن بىرى.

إحياء علوم الدين: (ئىھيا ئۇلۇمىددىن). دىنىي ئىلىملەر، تەسەۋۋۇپ ۋە ۋەز-نەسىھەتلەر توغرىسىدا يېزىلغان كىتاب بولۇپ، ئۇنىڭ ئاپتورى ئىمام مۇھەممەد غەززالى. بۇ ئەسەردە ئىلىم ۋە ئەمەل بىر گەۋدە قىلىنغان. مۇئەللىپ كىتابىدا بەخت-سائادەت ۋە كامالەتكە يېتىش يوللىرىدا ئىزدەنگەن بولۇپ، شەرئىي پەرز ئەمەللەردە روھىيەتنى يۈكسەلدۈرۈش ۋە روھنى ئىلاھىي مۇھەببەت يىلتىزىغا يەتكۈزۈشنى تەشەببۇس قىلىدۇ. بۇ كىتابقا مۇرتەزا زۇبەيدى شەرھ يازغان.

الإخشيديون: (ئىخشىدىيۇن). ئەسلى يىلتىزى تۈركلەرگە تۇتىشىدىغان مۇھەممەد ئىبنى توغۇجقا مەنسۇپ بولغان سۇلالە. ئىخشىدىيۇنلار سۇرىيە ۋە مىسىرغا ھۆكۈمرانلىق قىلغان. ھىجرىيە 324-359-يىللار (مىلادىيە 935-969-يىللار)دا تولۇنىيە دۆلىتىنىڭ ھۆكۈمرانلىقىدا بولغان. كېيىن فاتىمىلەر ئۇلارنىڭ ھاكىمىيىتىنى ئاغدۇرۇپ تاشلىغان. ئەبۇلمىسك كافۇر ئۇلارنىڭ ئەڭ مەشھۇر ھۆكۈمرانىدۇر.

الأخضري (عبد الرحمن محمد): (ئەخزەرى، ئابدۇراھمان ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 918-983 / م 1512-1575). ئالجىر-بىيلىك ئەدىب ۋە تىلشۇناس، ئۇنىڭ مەنتىق ۋە ئەرەب تىلى ئىستىلىستىكىسى توغرىسىدا بىرقانچە پارچە ئەسەرلىرى بار. مەنتىق توغرىسىدا "السلم" «ئەسسۇللەم»، "شرح السلم" «شەرھى سۇللەم» ۋە ئىلمى بالاغەت توغرىسىدا "الجوهر المكنون" «ئەلجەۋھەرۇل مەكنۇن»، ئاسترونومىيە ساھەسىدە "شرح السراج" «شەرھۇسسىراج» ناملىق كىتابلىرى بار.

الأخطل، غياث بن غوث التغلبي: (ئەختەل، غىياس ئىبنى غەۋستتەغلىبى) (ھ 19-92 / م 640-710). ئۇمەۋىي دەۋرىنىڭ كۆزگە كۆرۈنگەن شائىرلىرىنىڭ بىرى ئىدى. ئۇ ئېغىزى يامان، تولا گەپ قىلىدىغان ئادەم بولغانلىقى ئۈچۈن "الأخطل" «ئەلئەختەل» (جۆيلىگەك دېگەن مەنىدە) دېگەن تەخەللۇس بىلەن مەشھۇر بولغان. ئۇنىڭ بىر شېئىرىي دىۋانى بار. ئۇ يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيە دەۋرىدىن باشلاپ، ئۇمەۋىيلار بىلەن ئالاقە باغلاپ كەلگەن. ئۇنىڭ قەسىدىلىرىنىڭ كۆپىنچىسى مەدھىيە ۋە ساتىرالاردىن ئىبارەت ئىدى.

الأخفش: (ئەخفەش). بۇ ئاتاقلىق ئەرەب تىلى گرامماتىكا ئالىملىرىنىڭ ئورتاق تەخەللۇسى بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئەڭ مەشھۇرلىرى:

1. چوڭ ئەخفەش ــ ئابدۇلھەمىد ئىبنى ئابدۇلمەجىد. (ھ ؟-177 / م ؟-793).

2. ئوتتۇرا ئەخفەش — سەئىد ئىبنى مەسئۇد. (ھ ?-215 / م ?-830).

3. كىچىك ئەخفەش — ئەلى ئىبنى سۇلەيمان. (ھ ?-315 / م ?-927).

**الإخوان، الإخوان المسلمون:** (ئىخۋانۇلمۇسلىمۇن). ھەسەنۇل بەننا ھىجرىيە 1374 (م 1928)-يىلى مىسىرنىڭ ئىسمائىلىيە شەھىرىدە قۇرغان دىنىي ۋە سىياسىي تەشكىلات، كېيىن باشقا ئەرەب ئەللىرىگە تارقالغان. بۇ تەشكىلات ئاساسەن دىنىي ۋە مەدەنىي، ئىجتىمائىي ئىشلارنى ئىسلاھ قىلىشنى نىشان قىلىدۇ، ئىسلام شەرىئىتىنى ھاكىمىيەت بېشىغا ئېلىپ چىقىشنى تەشەببۇس قىلىدۇ.

**آدم** (ئادەم). ئادەم ئەلەيھىسسالام پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ ئاتىسى بولۇپ، تۇنجى يارىتىلغان ئىنساندۇر. ئاللاھ ئۇنى تۇپراقتىن يارىتىپ جان كىرگۈزگەن. ئۇنىڭغا شەيئىلەرنىڭ نامىنى بىلدۈرگەن. ئاللاھ ئۇنى ئۆز ئەۋلادلىرىنى ئاللاھنى بىر دەپ تونۇشقا، ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلىش ئۈچۈن زېمىندا تۇرغۇزۇشنى ئىرادە قىلغان. ئادەم ئەلەيھىسسالامنى ھۆرمەتلەش يۈزىسىدىن پەرىشتىلەرنى ئۇنىڭغا سەجدە قىلىشقا بۇيرۇغاندا، ئىبلىستىن باشقا ھەممىسى سەجدە قىلغان. ئاللاھ ئىبلىسنى رەھمىتى دائىرىسىدىن قوغلىغان ۋە جەننەتتىن يىراق قىلغان. ئىبلىس بۇنىڭغا ئادەم ئەلەيھىسسالام سەۋەبچى دەپ قاراپ، ئۆچ ئېلىش ئۈچۈن ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ھەۋۋاغا ۋەسۋەسە قىلىپ، ئۇلارنىڭ جەننەتتىن چىقىرىلىشىغا سەۋەب بولغان. ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ھەۋۋا زېمىنغا چۈشۈرۈلگەن. بەزى مەنبەلەردە ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ 1000 يىل ئۆمۈر كۆرگەنلىكى قەيت قىلىنغان.

**آراميّون:** (ئارامىيۇن). مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 13-18-ئەسىرلەردە فۇرات دەرياسىنىڭ ئوتتۇرا ئېقىنىدا ھايات كەچۈرگەن سام خەلقى. ئۇلارنىڭ ئارامىيە تىلى غەربىي ئاسىيا ئەللىرىگە كەڭ تارقالغان، ئىسا ئەلەيھىسسالاممۇ مۇشۇ تىلدا سۆزلەيتتى. ئارام مەدەنىيىتى مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 8-9-ئەسىرلەردە ئەڭ يۇقىرى پەللىگە چىققانىدى.

**آريّ:** (ئارىي). 1. ئارىيان قان سىستېمىسى. ئورتاق ھالدا ئۆزىگە خاس تىل ۋە قانداشلىق خۇسۇسىيەتلەرنى ئۆزىگە مۇجەسسەملىگەن بىر ئىرق. ئۇلارنىڭ بىر بۆلۈكى ھىندىستان ۋە ئىراندا، يەنە بىر بۆلۈكى ياۋروپادا.

2. ئارىيان. ئارىيان مىللىتىگە تەۋە كىشى.

**الآرية:** 1.ياۋروپا، ھىندى تىللىرىنىڭ ئاساسى.

2. ئارىيان نەسلىنىڭ ئۈستۈنلۈكىنى دەۋا قىلىدىغان بىر خىل نەزەرىيە بولۇپ، ئۇنى گېرمان ناتسىستلىرى ئوتتۇرىغا قويغان.

**أدب الدين والدنيا:** (ئەدەبۇددىن ۋە دۇنيا). دىن ۋە دۇنيا ئەدەبىياتى. ئىمام ماۋەردى تۈزگەن بىر كىتاب.

**إدريس، نبي الله:** (ئىدرىس، ئىدرىس ئەلەيھىسسالام). قۇرئان كەرىمدە تىلغا ئېلىنغان پەيغەمبەر. ﴿واذكر في الكتاب إدريس إنه كان صديقا نبيا﴾ «كىتابتا (يەنى قۇرئاندا) ئىدرىس (قىسسىسى) نى بايان قىلغىن، ئۇ ھەقىقەتەن راستچىل پەيغەمبەر ئىدى.» (قۇرئان كەرىم)

إدريس، ابن إدريس بن عبد الله بن الحسن: (ئىدرىس، ئىبنى ئىدرىس ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ھەسەن). بۇ كىشى ئۆزىنىڭ ئاتىسى ئىدرىسI نىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ھوقۇقتا ئىگە بولغان. ئۇ ماراكەشنى كېڭەيتكەن. ھىجرىيە 192 (م 807) ـ يىلى فاس شەھىرىنى بەرپا قىلغان ۋە ئۇنى ئۆز دۆلىتىنىڭ پايتەختى قىلغان.

إدريس، بن عبد الله بن الحسن، إدريس الأول: (ئىدرىس، ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ھەسەن) (ھ ?ـ177 / م ?ـ793). بۇ كىشى بىرىنچى ئىدرىس دەپ ئاتالغان. ماراكەشتىكى ئىدرىسىيە خانلىقىنى قۇرغان. مەدىنە مۇنەۋۋەرەدىكى ئاببasىيە خەلىپىسى مەھدىگە قارشى كۆتۈرۈلگەن ئەلەۋىي قوزغىلىڭىغا قاتناشقان، مەغلۇپ بولغاندىن كېيىن مىسىرغا، ئاندىن ماراكەشكە قېچىپ كەتكەن.

الإدريسيّ، الشريف أبو عبد الله محمد بن محمد: (ئىدرىسى. شەرىف مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 493ـ561 / م 1100ـ1160). مەشھۇر جۇغراپىيە ئالىمى، ئېكسپېدىتسىيىچى، تېۋىپ. سىبتە دېگەن جايدا تۇغۇلغان. قۇرتۇبىدە ئىلىم تەھسىل قىلغان ۋە كۆپلىگەن ئەللەرنى كۆزدىن كەچۈرگەن. ئۇ "نزهة المشتاق في اختراق الآفاق" «نۇزھەتۇل مۇشتاق فى ئىختىراقىل ئافاق»، "الممالك والمسالك" «ئەلمەمالىك ۋەلمەسالىك» (مەملىكەتلەر ۋە يوللار) ناملىق كىتابلارنى يازغان.

آراء أهل المدينة الفاضلة: (ئارائۇ ئەھلىل مەدىنەتۇل فازىلە) (پەزىلەتلىك شەھەر ئاھالىسى). فارابى ئۆزىنىڭ پەلسەپۋى قاراشلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ يازغان كىتاب. بۇ كىتابتىن ئۇنىڭ ئەپلاتۇن پەلسەپىسىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.

أرامكو: (ئارامكو). ئەرەب ـ ئامېرىكا نېفىت شىركىتى. ئۇنىڭ باش ئاپپاراتى سەئۇدىي دۆلىتىنىڭ زەھران دېگەن يېرىدە. بۇ شىركەت مىلادىيە 1933 ـ يىلى قۇرۇلغان.

إربد: (ئىربىد). ئىئوردانىيە سۇرىيە چېگرىسىغا يېقىن بىر شەھەر. بۇ شەھەر مۇنبەت تۇپرىقى بىلەن مەشھۇر.

أربيلُ: (ئەربىل). شىمالىي ئىراقتىكى ئەڭ قەدىمىي شەھەر. ئۇ مىلادىيىدىن ئىلگىرىكى 3000 ـ يىللارغا تەۋە سومىرىيە قولىيازمىلىرىدا تىلغا ئېلىنىدۇ. ئاشۇرىيلار زامانىدا تازا گۈللەنگەن شەھەر ئىدى.

أرثوذكس: (ئارسوزوكس). «ئورتودوكسال» ـ بۇ يۇنانچە ئاتالغۇ بولۇپ، ئۇنىڭ ئەسلى مەنىسى توغرا پىكىر دېگەنلىكتۇر. بۇ سۆز خرىستىئان دىنىنىڭ كاتولىك مەزھىپى چېركاۋلىرىدا ئىشلىتىلىدۇ. كاتولىك مەزھىپى شەرق خرىستىئانلىرىنىڭ مەزھىپى بولۇپ، ھازىر ئۇلارنىڭ غەرب خرىستىئانلىرى بىلەن مۇناسىۋىتى يوق. غەرب خرىستىئان چېركاۋلىرى شەرق خرىستىئان چېركاۋلىرىدىن ھىجرىيە 446 ـ يىلى (مىلادىيە 1054 ـ يىلى) ئۈزۈل ـ كېسىل ئايرىلغان. غەرب خرىستىئان چېركاۋلىرى ھازىر پاپا رەھبەرلىكىگە بويسۇنمايدۇ.

الأُرْدُنّ: (ئوردۇن). 1. پەلەستىن ۋە ئىئوردانىيىدىكى بىر دەريا. 2. ئىئوردانىيە مەملىكىتى دەپ ئاتىلىدىغان ئەرەب دۆلىتى. ئۇنىڭ پايتەختى ئوممان. قىزىل دېڭىز بويىغا جايلاشقان. ئەقەبە قولتۇقىدا ئەقەبە پورتى دەپ ئاتىلىدىغان بىر پورتى بار.

الأردنية (المملكة الهاشمية): (ئوردونيه، مەملىكەتۇل هاشىميه) (ئىئوردانىيه). ئوتتۇرا شەرقتىكى ئەرەب دۆلىتى. شىمالدا سۇرىيه، شەرقتە ئىراق، جەنۇبتا سەئۇدىي ئەرەبىستان، غەربتە پەلەستىن بىلەن چېگرىلىنىدۇ. پايتەختى ئوممان. ئاساسلىق شەھەرلىرى: ئىربىد، ئەرىھا، زەرقا، بەتراتلاردىن ئىبارەت. ئابدۇللاھ هۈسەين 1921 ـ يىلى شەرقىي ئىئوردانىيه دېگەن نام بىلەن قۇرغان. 1946 ـ يىلى پادىشاھلىق دۆلىتى دەپ ئېلان قىلغان.

أرسطو: (ئەرىستو) (مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 374 ـ 322). ئەرىستو، ئارىستوتالىس، ئارىستوتېل دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئۇ يۇنان پەيلاسوپلىرىنىڭ ئەڭ كاتتىلىرىدىن. ئۇنىڭ "المقولات" «ئەلمەقۇلات»، "الجدل" «ئەلجەدەل»، "الخطابة" «ئەلخىتابە»، "كتاب ما بعد الطبيعة" «كىتابۇ ما بەئدەتتەبىيئە»، "السياسة" «ئەسسىياسە»، "النفس" «ئەننەفسۇ» ناملىق ئەسەرلىرى ئىسلامىيەتنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلىنغان. ئۇ ۋە ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى مېكسىپ يۇرۇپ لېكسىيە سۆزلەيدىغان بولغاچقا، مەششائىيلار (پىيادىلەر) دەپ ئاتالغان.

أرسلان، الأمير شكيب: (ئارسلان، ئەمىر شەكىب) (ھ 1288 ـ 1366 / م 1871 ـ 1946). ئەدىب، تارىخشۇناس. ئۇ دەمەشقتىكى ئەرەب تىلى جەمئىيىتىنىڭ ئەزاسى ۋە ئەرەب ئىسلام سىياسىي بايراقدارلىرىنىڭ بىرى. لىۋاندا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇ «ئەمىرۇلبايان» دېگەن نام بىلەن تونۇلغان. "الحلل السندسية في الأخبار والآثار الأندلسية" «ھۇلەلۇسسۇندۇسىيە فىل ئەخبارى ۋەلئاسارىل ئەندەلۇسىيە» (ئەندەلۇس تارىخى توغرىسىدا)، "حاضر العالم الإسلامي" «ھازىرۇل ئالەمىل ئىسلامىي» (ھازىرقى ئىسلام دۇنياسى) ناملىق كىتابلار ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئەسەرلىرىدۇر.

إرشاد الأريب الى معرفة الاديب: (ئىرشادۇلئەرىيب ئىلا مەئرىفەتىلئەدىيب). بۇ ياقۇت ھەمەۋىي تۈزگەن (ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە رەتكە تۇرغۇزۇلغان) ئېنسىكلوپېدىيە بولۇپ، "معجم الأدباء" «مۇئجەمۇل ئۇدەبا» (ئەدىبلەر تەرجىمىھالى) دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

الأرقم ابن الارقم بن عبد مناف: (ئەرقەم ئىبنى ئەرقەم ئىبنى ئابدۇمەناب) (ھ ؟ ـ 55 / م ؟ ـ 675). مەخزۇم قەبىلىسىلىك ساھابە بولۇپ، ئىسلامنى قوبۇل قىلغانلارنىڭ يەتتىنچىسى ئىدى. ھىجرەتتىن بۇرۇن مۇسۇلمانلار ئۇنىڭ ئۆيىگە يىغىلىدىغان بولغاچقا، ئۇنىڭ مەككىدىكى ئائىلىسى "بيت الإسلام" «بەيتۇل ئىسلام» (ئىسلام ئائىلىسى) دەپ ئاتىلاتتى.

أروى بنت الحارث بن عبدالمطلب: (ئەرۋا بىنتى ھارىس ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىب) (ھ ؟ ـ 50 / م ؟ ـ 670). ئۇلۇغ ئايال ساھابە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسىنىڭ قىزى.

أريحا: (ئەرىيھا). پەلەستىنىدىكى قەدىمىي شەھەر، ئۇنىڭ تارىخى تاش قورال دەۋرىگە تۇتىشىدۇ. كەنئانلىقلار شۇ يەردە ئولتۇراقلاشقان. بۇ يەرنىڭ نامى تەۋراتتا ۋە ئىنجىلدا تىلغا ئېلىنغان. بۇ جايدا ئۇمەۋىيلەر خەلىپىسى ھىشام ئىبنى ئابدۇلمەلىكنىڭ ئوردا خارابىلىكى ۋە نۇرغۇن ئاسار ـ ئەتىقىلەر تا ھازىرغىچە ساقلىنىپ كېلىۋاتىدۇ.

الأَزَارِقَــةُ: (ئەزارىقىيە). خاۋارىجلار ئىچىدىن چىققان بىر پىرقە بولۇپ، ئۇلار

نافىئ ئىبنى ئەزرەققە نىسبەت بېرىلىدۇ. ئۇلار: «گۇناھ ئۆتكۈزگەن كىشى كاپىر بولۇپ دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ، زالىم پادىشاھقا ئۇرۇش ئېچىش ۋاجىپ» دەپ قارايدۇ. قەترى ئىبنى فۇجائە ئۇنىڭ كاتتىۋاشلىرىنىڭ بىرى. مۇھلەب ئىبنى سۇفرە ئۇلارنى باستۇرغان.

الأزد: (ئەزدە). ئەرەب قەھتان قەبىلىسى، بۇ قەبىلە يەمەن ئەللىرى ۋە ئوممان ساھىللىرىغا تارقالغان. ئۇلارنىڭ كۆپ قىسمى شىمالىي ئەرەب يېرىم ئارىلى، سۈرىيە ۋە ئىراققا ھىجرەت قىلغان. فەتھى ئاخىرلاشقاندىن كېيىن ئۇلاردىن نۇرغۇن كىشىلەر خۇراساندا ئولتۇراقلىشىپ قالغان بولۇپ، ئۇلار ئەبۇ مۇسلىم خۇراسانىينىڭ بايرىقى ئاستىغا توپلىنىپ، ئۇنىڭ ئابباسىيە دۆلىتىنى قۇرۇشىغا ياردەم بەرگەن.

الأزهر: (ئەزھەر). قاھىرەدىكى ئۇنىۋېرسىتېت، جەۋھەرۇسسەقەلىي قۇرغان. ئۇ قۇرۇلغاندىن بۇيان ئىسلام ئىدېئولوگىيە مەركىزى بولۇپ كەلگەن. مىلادىيە 1936 ـ يىلىدىن بۇيان ئەرەب تىلى ۋە شەرىئەت ئىلمى دەرسلىك قىلىنىدىغان بىرقانچە فاكۇلتېتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئۇنىۋېرسىتېت بولغان. كېيىن تىل ۋە شەرىئەت ئىلمى بىلەنلا چەكلىنىپ قالماي، ئۇنىڭغا قوشۇپ خىلمۇخىل يېڭى زامان پەنلىرى دەرسلىك قىلىنىدىغان زامانىۋى ئۇنىۋېرسىتېتقا ئايلانغان.

الأزهري، أبو منصور محمد بن أحمد: (ئەزھەرى، ئەبۇ مەنسۇر مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد) (ھ 282 ـ 370 / م 895 ـ 980). مەشھۇر تىلشۇناس، شافىئىي مەزھىپىگە تەۋە فەقىھ، ھىراتتا تۇغۇلۇپ، باغدادتا ئىلىم تەھسىل قىلغان ۋە شۇ يەردە ياشىغان. "التهذيب في اللغة" «ئەتتەھزىبۇ فىللۇغە» ناملىق لۇغەت كىتابى ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم كىتابىدۇر.

أساسُ البَلاَغة: (ئاساسۇلبەلاغەت). جارۇللا زەمەخشەرى تۈزگەن ۋە سۆزلەرنىڭ تۈنجى ھەرپى ئاساسىدا ئېلىپبە تەرتىپى بويىچە رەتلىگەن تىل قامۇسى. ئۇ سۆزلەرنىڭ ئەسلى مەنىسى بىلەن مەجازىي مەنىسى ئېنىق ئايرىپ بېرىلگەنلىكى ۋە سۆزلۈكلەردىن بەكرەك جۈملىلەرگە ئەھمىيەت بېرىلگەنلىكىدەك ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە.

أسامة بن زيد بن حارثة: (ئۇسامە ئىبنى زەيد ئىبنى ھارىسە) (ھ ? ـ 54 / م ? ـ 674). ساھابە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئازادگەردىسى زەيد ئىبنى ھارىسىنىڭ ئوغلى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ناھايىتى ياخشى كۆرەتتى. ئۇ نۇرغۇن جەڭلەرگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە قاتناشقان. ئۇ تېخى يىگىرمە ياشقا كىرمىگەن ۋاقتىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى رۇمغا يۈرۈش قىلغان ئەسكەرلەرنىڭ باشلىقلىقىغا تەيىنلىگەن. بۇ قوشۇن مەدىنىدىن قوزغىلىشتىن بۇرۇن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولغان.

إستانبول، إستَنْبُول: (ئىستانبۇل). تۈركىيىدىكى ئەڭ چوڭ شەھەر. ئۇ مەرمەر دېڭىزى بىلەن قارا دېڭىز ئوتتۇرىسىدىكى فوسفور بوغۇزىغا جايلاشقان. بۇ جاي بۇرۇن كونىستانتىنوپول ياكى ۋىزانتىيە دەپ ئاتالغان. ئوسمانىيلار ئۇ يەرنى فەتھى قىلغاندىن كېيىن ئاستانە دەپ ئاتالغان. بۇ جاي ھىجرىيە 1341 ـ يىلى (مىلادىيە 1923 ـ يىلى) ئوسمانىيە خەلىپىلىكى مۇنقەرىز بولۇپ، تۈركىيە پايتەختى ھازىرقى ئەنقەرەگە

يۆتكەلگەنگە قەدەر خەلىپىلىك پايتەختى بولۇپ كەلگەن. سۇلتان سەلىم جامەسى ۋە ئوسمانىيلار مەسجىدكە ئايلاندۇرغاندىن كېيىن، يېڭى تۈركىيە دۆلىتى مۇزېي قىلىۋالغان بۇرۇنقى ئايا سوفىيا چېركاۋى قاتارلىقلار ئىستانبۇلنىڭ ئەڭ مۇھىم مەدەنىي يادىكارلىقلىرى ھېسابلىنىدۇ.

إسْحاق: (ئىسھاق ئەلەيھىسسالام). مىلادىيىدىن ئىلگىرىكى 18-ئەسىرلەردە ياشىغان. ئىسھاق ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ سارەدىن تۇغۇلغان ئوغلى. ئۇنىڭ تۆرىلىدىغانلىقىنى پەرىشتىلەر ئالدىن خۇش خەۋەر بەرگەن. ئىسھاق ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كەلگەن چاغدا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام 100 ياشتا ئىدى. بەنى ئىسرائىلنىڭ پەيغەمبەرلىرى ئەنە شۇ ئىسھاق ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىندۇر. ئىسھاق ئەلەيھىسسالام شام ۋە پەلەستىن زېمىنلىرىدا ياشايدىغان كەنئانلارغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن. يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ئىسرائىل دەپ ئاتىلىدىغان بولۇپ، يەھۇدىيلار يەئقۇب ئەلەيھىسسالامغا نىسبەت بېرىلىدۇ. ئىسھاق ئەلەيھىسسالام 180 يېشىدا ۋاپات بولغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسى يېنىغا دەپنە قىلىنغان.

إسحاق بن ابراهيم النديم الموصلي: (ئىسھاق ئىبنى ئىبراھىم نەدىيمىل مەۋسىلى) (ھ 150-236 / م 767-850). ئەدىب، شائىر، ئابباسىيە دۆلىتىنىڭ مۇزىكانتى. ئۇ رەي شەھرىدە تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. ئۇ ئۆز دەۋرىنىڭ ئۇستا سازەندىسى بولۇپ، كۆپلىگەن خەلىپىلەر بىلەن ئۇلپەتداش بولغانىدى. ئۇنىڭ نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار.

إسحاق: (ئىسھاق) (ھ 1272-1302 / م 1856-1885). تېگىدىن ئەرمەنىستانلىق يازغۇچى. ئۇ مىسىردا ئولتۇراقلاشقان ۋە ئۇ يەردە «مىسىر گېزىتى»نى تەسىس قىلغان. ئۇنىڭ تاللانما ئەسەرلىرى "الدرر" «ئەددۇرەر» (گۆھەرلەر) نامىدا توپلام قىلىنغان.

إسحاق بن حنين: (ئىسھاق ئىبنى ھۇنەين) (ھ ?-299 / م ?-911). تېۋىپ، نىستورىي پەيلاسوپى. باغدادتا ياشاپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇ گرېك پەلسەپىسى ۋە گېئومېتىرىيىگە ئائىت بەزى كىتابلارنى يۇنان ۋە سۈريان تىلىدىن ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلغان. يەنە تېبابەت ھەققىدە "الأدوية المفردة" «ئەلئەدۋىيەتۇل مۇفرەدە» (يەككە دورىلار)، "تاريخ الأطباء" «تارىيخۇل ئەتىببا» (تېۋىپلار تارىخى) ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان.

إسحاق بن راهوى: (ئىسھاق ئىبنى راھىۋى) (ھ 161-236 / م 778-851). مەشھۇر فەقىھ، مۇجتەھىد. 70مىڭ ھەدىس بىلەتتى. ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل بۇ كىشىگە باھا بېرىپ: ئىسھاق ئىبنى راھىۋى بىزنىڭ نەزىرىمىزدە مۇسۇلمانلارنىڭ پېشۋا ئىماملىرىدىندۇر، باغدادتىن بۇنىڭدىن بۇرۇن مۇنداق فەقىھ چىقىپ باقمىغان، دەيدۇ. ئۇ توپلىغان «مۇسنەد» ناملىق ھەدىس كىتاب مۇھەددىسلەرنىڭ نەزىرىدە مەقبۇل ۋە مۆتىۋەر كىتابدۇر. ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىملارمۇ شۇ زاتتىن ھەدىس ئۆگەنگەن.

إسحاق بن علي بن يحيى: (ئىسھاق ئىبنى ئەلى ئىبنى يەھيا) (ھ ?-711 / م ?-1311). شەرىئەت ئىلىملىرىدە يۇقىرى سەۋىيىلىك ئالىم بولۇپ، "هداية" «ھىدايە» ناملىق كىتابقا نۇرغۇن قىممەتلىك مەزمۇنلارنى ئۆز

ئېچىگە ئالغان بىر ھاشىيە يېزىپ چىققان. ئۇ قاھىرەدە ۋاپات بولغان.

إسحاق، محمد بن إسحاق: (ئىسھاق، مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق) (ھ ?ـ 151 / م ?ـ 788). تارىخشۇناس، "المغازي" «ئەلمەغازى» نامىدىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھال كىتابى ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئەمگەك سەمەرىسى ھېسابلىنىدۇ. بۇ كىتابتا باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسلىرى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھىجرەتتىن بۇرۇنقى ۋە كېيىنكى ھاياتى بايان قىلىنغان.

الإسكندر الأكبر: (ئىسكەندەرىل ئەكبەر) بۈيۈك ئىسكەندەر (مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 356 ـ 323). يۇنانىنىڭ ئىمپېراتورى. ماكېدونىيە (يۇنان)دا تۇغۇلۇپ، بابىل (ئىراق)دا ۋاپات بولغان. ئۇ تارىختىكى ئەڭ بۈيۈك ھەربىي قوماندان ۋە ئەڭ مەشھۇر شەخس ھېسابلىنىدۇ. پارس ئىمپېرىيىسى بىلەن بىرقانچە قېتىم شىددەتلىك جەڭ قىلىپ، غەلىبە قىلغان. ئىسكەندەرىيە شەھىرىنى بەرپا قىلغان. زۇلقەرنەيىن دېگەن نامى بىلەن مەشھۇر.

الإسكندرية: (ئىسكەندەرىيە). ئىسكەندەرىيە. مىسىردىكى ئوتتۇرا دېڭىز ساھىلىغا جايلاشقان بىر شەھەر. بۇ شەھەرنى بۈيۈك ئىسكەندەر بەرپا قىلغان. ھىجرىيە 21 ـ يىلى (مىلادىيە 641 ـ يىلى) مىسىرنىڭ پايتەختى بولغان. ئۇ ئۆزىنىڭ باي كۇتۇپخانىسى بىلەن مەشھۇر بولغان. ئەمرى ئىبنى ئاس بۇ يەرنى فەتھى قىلىپ، پايتەختنى فۇستات شەھىرىگە يۆتكەپ كەتكەن.

الإسكوريال: (ئىسكورىيال). ئىسپانىيىنىڭ مادرىدقا يېقىن بىر جايىدىكى چىركاۋ. ئۇنىڭ ئىچىدە بىر كۇتۇپخانا بولۇپ، ئۇنىڭدا نۇرغۇنلىغان ئەرەبچە قولىيازمىلار بار.

أسماء بنت أبي بكر: (ئەسما بىنتى ئەبۇ بەكرى) (ھ ?ـ 73 / م ?ـ 692). دەسلەپتە مۇسۇلمان بولغان ساھابە ئاياللاردىن بولۇپ، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ھەمشىرىسى، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنىڭ ئانىسى. "ذات النطاقين" «زاتۇننىتاقەين» دەپ ئاتالغان.

إسماعيل: (ئىسمائىل). ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ چوڭ ئوغلى بولۇپ، قۇرئاندا تىلغا ئېلىنغان پەيغەمبەر. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ھاجەرنى مەككىگە ئېلىپ بارغان. ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام مەككىدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ياشىغان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام چۈشىدە ئاللاھ تەرىپىدىن ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنى قۇربانلىق قىلىشقا بۇيرۇلغانلىقنى كۆرۈپ، ئاللاھنىڭ ئەمرىنى ئورۇنلاشقا تەييارلىنىپ تۇرغاندا ئاللاھ قۇربانلىققا بىر قوچقارنى كەلتۈرۈپ بەرگەن. ھەر يىلى قۇربانلىق قىلىش مانا شۇنىڭدىن كېلىپ چىققان. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئەمرى بويىچە ئوغلى ئىسمائىل بىلەن بىللە كەئبىنى بىنا قىلغان. بەيتۇللاھنىڭ ئىچىگە ھەجەر ئەسۋەدنى ئورۇنلاشتۇرغان. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئەنە شۇ ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىندۇر. ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام مەككىدە ۋاپات بولۇپ، ئانىسىنىڭ قەبرىسى يېنىغا دەپنە قىلىنغان.

إسماعيل بن ابراهيم، إسماعيل باشا: (ئىسمائىل ئىبنى ئىبراھىم، ئىسمائىل پاشا) (ھ 1246 ـ 1312 / م 1830 ـ 1895). قا-

ھىرەدە تۇغۇلغان، ھىجرىيە 1279 (م 1863)-يىلى مىسىردا ھاكىمىيەت بېشىغا چىققان. ئۇنىڭغا سۇلتان ئابدۇلئەزىز تەرىپىدىن خىدەيۋ (ئوسمان خەلىپىلىكى دەۋرىدە مىسىرنىڭ ھۆكۈمرانىغا بېرىلگەن نام بولۇپ، شاھنىڭ ۋەزىرى دېگەن مەنىدە) دەپ نام بېرىلگەن. ئۇ ھىجرىيە 128 (م 1869)-يىلى سۇۋەيش قانىلىنى قازدۇرغان ۋە قۇرۇلۇش، مەدەنىيەت تەرەققىياتى ئۈچۈن نۇرغۇن تۆھپە قوشقان. ئۇنىڭ دەۋرىدە مىسىرنىڭ قەرزى كۆپىيىپ، چەت ئەل دۆلەتلىرىنىڭ مىسىرنىڭ ئىچكى ئىشلىرىغا ئارىلىششىغا سەۋەب بولغان.

إسماعيل بن عبد الرحمن السدي الكوفي: (ئىسمائىل ئىبنى ئابدۇراھمان سۇددىل كۇفى) (ھ ؟-128 / م ؟-745). ئەسلى ھىجازلىق بولۇپ، كۇفەدە ئولتۇراقلاشقان. چوڭ سۇددى دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇ كۆپ ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

إسماعيل شمس الدين الكوراني: (ئىسمائىل شەمسىددىن كۇرانى) (ھ ؟-933 / م ؟-1527). فەقىھ، تەپسىرشۇناس، ھەدىسشۇناس، يېتۈك ئالىم. ئۇ رۇمغا بېرىپ، ئوسمان خانلىقىنىڭ سۇلتانى مۇرادخان بىلەن ئۇچراشقان. مۇرادخان ئۇنىڭ پەزىلەتلىك ئۆلىما كىشى ئىكەنلىكىنى بىلگەندىن كېيىن، بۇۋىسىنىڭ بورسا شەھىرىدىكى مەدرىسىسىگە مۇدەررىسلىككە ۋە ئۆز ئوغلى مۇھەممەدخاننىڭ خاس ئۇستازلىقىغا تەيىنلىگەن. مۇھەممەدخان تەختكە ئولتۇرغاندا ئۇنى ھۆرمەتلەپ، باش مۇفتىلىق ۋەزىپىسىگە بەلگىلىگەن. بۇ زات «قۇرئان كەرىم»گە "غاية الأماني" «غايەتۇل ئەمانىي» ناملىق تەپسىرنى؛ «سەھىھۇل بۇخارى»غا "الكوثر الجاري علي رياض صحيح البخاري" «ئەلكەۋسەرۇل جارىي ئەلا رىيازى سەھىھۇل بۇخارى» (بۇخارى باغچىسىدىكى كەۋسەر ئېقىنى) ناملىق شەرھنى ۋە شاتىبىينىڭ "شرح الجعفري" «شەرھى جەئفەرى» ناملىق كىتابىغا ھاشىيە يېزىپ چىققان. ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدا قۇستەنتىنىيەدە ۋاپات بولغان.

إسماعيل كمال الدين القراماني: (ئىسمائىل كامالۇددىن قەرامانىي). پەزىلەتلىك ئالىم، تۈركىيىنىڭ ئادانا شەھىرىدە مۇدەررىسلىك قىلغان. «قەرم كامال» نامى بىلەن مەشھۇر. ئۇ "تفسير الكشاف" «تەفسىر كەششاف»، "تفسير البيضاوي" «تەفسىر بەيزاۋى»لارغا شەرھ يېزىپ چىققان. شۇنىڭدەك "شرح الوقاية" «شەرھى ۋىقايە»، "شرح المواقف" «شەرھى مەۋاقىف»، "شرح العقائد" «شەرھى ئاقائىد» ناملىق كىتابلارغا ھاشىيە يازغان. ئۇنىڭ «شەرھى مەۋاقىف»قا يازغان ھاشىيىسىنىڭ ئاخىرىغا «سۇلتان بايەزىدخاننىڭ دەۋرىدە سەككىز مەدرىسىنىڭ بىرىدە يېزىلدى» دەپ ئەسكەرتىلگەن.

الإسماعِيليّة: (ئىسمائىلىيە). شىئەلەرنىڭ ئىسمائىل ئىبنى سادىققا نىسبەت بېرىلىدىغان بىر پىرقىسى. ئۇ پىرقە ئاساسلىقى ئىران ۋە ھىندىستانغا تارقالغان. مەيمۇن قەداھ ئۇلارنىڭ ئەڭ مەشھۇر دەۋەتچىلىرىدىن بىرى.

الإسماعيلية: (ئىسمائىلىيە). مىسىردىكى تىمساھ كۆلى بويىغا جايلاشقان بىر شەھەر. بۇ شەھەر ھىجرىيە 1280 (م 1863)-يىلى بىنا قىلىنغان. بۇ شەھەر خىدەيۋ ئىسمائىل (ھ 1246-1308 / م 1830-1890)نىڭ نامى بىلەن ئاتالغان.

أسْوَان: (ئەسۋان). مىسىردىكى نىل دەرياسى بويىغا جايلاشقان ئىستراتېگىيىلىك

شەھەر، ئەسۋان رايونىنىڭ مەركىزى. ئەسۋان توسمىسى (نىل دەرياسىغا قۇرۇلغان چوڭ توسما) شۇ يەرگە جايلاشقان.

آسيا الصغرى: (ئاسىيا سۇغرا). كىچىك ئاسىيا، تۈركىيىنىڭ ئاسىياغا تەۋە قىسمى، ئاناتولىيىگە تۇتىشىدۇ.

أسيوط: (ئەسيوت). مىسىر دۆلىتىنىڭ ئەڭ چوڭ ئۆلكىلىرىنىڭ بىرى. ئۆلكە مەركىزى ئەسيوت. مەشھۇر ئەسيوت ئۇنىۋېرسىتېتى مۇشۇ يەرگە جايلاشقان. بۇرۇن ئۇ جاي سۇيۇت دەپ ئاتىلاتتى. مەشھۇر ئالىم جالالىددىن سۇيۇتى شۇ يەرلىك.

الاشارات والتنبيهات: (ئىشارەت ۋە تەنبىھات). پەيلاسوپ ئىبنى سىنا يازغان ئەڭ ئاخىرقى كىتاب. بۇ كىتاب لوگىكا، تەبىئەت، ئىلاھىيەت ۋە تەسەۋۋۇپ توغرىسىدىكى مەزمۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

إشبيلية: (ئىشبىلىيە). ئىسپانىيىدىكى بىر شەھەر. ئۇ يەرگە ئەرەب مۇسۇلمانلىرى ئالتە يۈز يىل (ھ 94_646 / م 712_1248)غا يېقىن ھۆكۈمرانلىق قىلغان.

أشْعَبُ: (ئەشئەب) (ھ ?_154 / م ?_771). مەدىنىنىڭ قىزىقچىلىرىنىڭ بىرى، ئوسمان ئىبنى ئەففاننىڭ ئازادگەردىسى. تەمەخورلۇقى بىلەن داڭق چىقارغان ۋە تەمسىلگە ئايلانغاندى. ئۇنىڭ قىزىقچىلىقلىرى ئەدەبىيات كىتابلىرىدا بايان قىلىنغان.

الأشعَرِيّ، أبو الحسن علي بن أبي موسى: (ئەشئەرى، ئەبۇلھەسەن ئەلى ئىبنى ئەبۇ مۇسا) (ھ 260_330 / م 873_941). بەسرەدە تۇغۇلۇپ، كېيىن باغدادقا كۆچۈپ كەتكەن. مۇئتەزىلە پىرقىسىدىكى جۇببائىيغا شاگىرت بولغان. كېيىن بەزى مەسىلىلەردە ئۇنىڭ پىكرى مۇئتەزىلىلەرنىڭ قارىشى بىلەن بىر يەردىن چىقمىغاچقا، ئۇ مەزھەپكە قارشى چىقىپ، ئەشائىرە ياكى ئەشئەرىيە دەپ ئاتىلىدىغان كالامىي مەزھەپنى بەرپا قىلغان.

أشعرية، أشاعرة، أشعري: (ئەشئەرى، ئەشائىرە). مۇتەكەللىملەردىن بولغان ئەبۇلھەسەن ئەشئەرىگە مەنسۇپ بىر پىرقە. ئۇلارنىڭ قارىشى مۇئتەزىلىلەرنىڭ قاراشلىرىغا زىت كېلىدۇ.

أشُورُ، آشُورُ: (ئەشۇر، ئاشۇر). 1. ئىراقتىكى مابەينەننەھرەيننىڭ شىمالىدىكى قەدىمىي شەھەر. مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 9_ ئەسىرلەردە ئۇنىڭ ھۆكۈمرانلىقى يېقىن شەرق رايونلىرىغىچە كېڭەيگەن بولۇپ، ئۇنىڭ تۈنجى مەركىزى ئاشۇر ئىدى. 2. ئاشۇرىيلارنىڭ چوڭ ئىلاھىنىڭ نامى.

أشور بانيبال: (ئاشۇر بانىبال) (مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 669_630). بۈيۈك ئاشۇر دۆلىتىنىڭ ئاخىرقى پادىشاھى بولۇپ، شۇ دەۋردە دۆلەت ئىقتىساد، مەدەنىيەت ۋە ھۈنەر-سەنئەتتە تازا گۈللەنگەن. بۇ دۆلەتنىڭ پايتەختى نىنەۋەي ئىدى.

الإصابة في تمييز الصحابة: (ئەلئىسابە فىي تەمىيزىس ساھابە). ئىبنى ھەجەر ئەسقەلانىينىڭ ساھابىلەر تەرجىمىھالى توغرىسىدىكى كىتابى. ئىبنى ھەجەر بۇ كىتابتا ئىبنى ئابدۇلبەرنىڭ "الاستيعاب في معرفة الأصحاب" «ئەلئىستىيئاب فى مەئرىفەتىل ئەسھاب» ناملىق كىتابىدىكى ۋە ئىبنى ئەسىرنىڭ "أسد الغابة" «ئەسەدۇل غابە» ناملىق كىتابىدىكى مەزمۇنلارنى تولۇقلاپ

تۈزگەن. سوۋېتى بۇ كىتابنى قىسقارتقان.

أصحابُ الأخدود: (ئەسھابۇل ئۇخدۇد). ئورەك ئىگىلىرى. يەمەن پادىشاھى زۇنۇۋانىس ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرىنى كۆرسىتىدۇ. بۇلار نەجران ناسارالىرى بولۇپ، يەھۇدىي دىنىغا زورلانغاندا ئۇنىمىغاچقا، ئورەك كولاپ ئوت بىلەن توشقۇزۇپ شۇ ئورەككە تاشلىۋېتىلگەن. «ئورەكلەرنىڭ ئىگىلىرىگە لەنەت بولسۇن، ئۇ ئورەكلەر لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتلار بىلەن تولدۇرۇلغانىدى.» (قۇرئان كەرىم)

أصحاب الكهف: (ئەسھابۇلكەھف)، (ئەھلۇلكەھف). ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرگەن ۋە ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىنى قوبۇل قىلغان يىگىتلەر. ئۇلار بۇتپەرەسلەرنىڭ زۇلۇملىرىدىن قېچىپ غارغا يوشۇرۇنۇشقا مەجبۇر بولغان. ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن غاردا 309يىل ئۇخلىغان.

الإصْطَخْرِيّ، أبو إسحاق إبراهيم بن محمد: (ئىستىخرىي، ئەبۇ ئىسھاق ئىبراھىم ئىبنى مۇھەممەد). مۇسۇلمانلار ئىچىدىن چىققان جۇغراپىيە ئالىمى. ئۇ پارسنىكى ئىستەخرىيگە نىسبەت بېرىلىدۇ. ھىجرىيە 4-ئەسىر (مىلادىيە 10-ئەسىر)نىڭ دەسلەپكى يېرىملىرىدا ياشىغان. ئۇنىڭ "المسالك والممالك" «ئەلمەسالىك ۋەلمەمالىك» (يوللار ۋە مەملىكەتلەر) ناملىق ئەسىرى بار.

الأصْمَعِيّ، أبو سعيد عبد الملك بن قريب الباهلي: (ئەسمەئىي، ئەبۇ سەئىد ئابدۇلمەلىك ئىبنى قەرىيبۇل باھىلى) (ھ 125-216 / م 742-831). تىلشۇناس، بەسرەدە تۇغۇلۇپ يەنە شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ھەدىس، تىل ۋە شېئىر ھەققىدە تەتقىقات ئېلىپ بارغان. ئۇنىڭغا "راوية العرب" «راۋىيەتۇل ئەرەب» (ئەرەب قىسسىچىسى) دەپ نام بېرىلگەن. ئۇنىڭ "الخيل" «ئەلخەيل» (ئات)، "الإبل" «ئەلئىبىل» (تۆگە)، "الأضداد" «ئەلئەزداد» (قارىمۇ-قارشى مەنىلىك سۆزلەر)، "الأصْمَعِيّ" «ئەلئەسمەئىي» (ئەسمەئىي رىۋايەتلىرى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الأعْشَى: (ئەئشا). جاھىلىيەت دەۋرىدىكى بىر تۈركۈم شائىرلارغا ئورتاق ئىشلىتىلگەن نام. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئەڭ يۇقىرى مەرتىۋىلىكى شائىر مەيمۇن ئىبنى قەيستۇر.

أعيانُ الشِّيعة: (ئەئيانۇششىئە). ئېنسىكلوپېدىيىلىك كىتاب بولۇپ، بۇنىڭدا شىئە ئۆلىمالىرىنىڭ تەرجىمھالى، مەزھەپلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئىدېئولوگىيە تارىخى بېرىلگەن. بۇ كىتابنى يېزىشنى مۇھسىن ئەمىن باشلاپ، ئوغلى سەيىد ھەسەن ئەمىن تاماملىغان.

أغاديرُ: (ئاغادىير). ماراكەشتىكى بىر شەھەر ۋە ئىستراتېگىيىلىك پورت. بۇ جاي ئاتلانتىك ئوكيان ساھىلىغا جايلاشقان.

الأغَاني: (ئەغانىي، كىتابۇلئەغانىي). بۇ ئەبۇلفەرەجىل ئىسفاھانىي (ھ ?-356 / م ?-967) تۈزگەن كىتاب بولۇپ، ناھايىتى مۇھىم ئەدەبىي مەنبەدۇر. بۇ كىتاب ھارۇن رەشىدنىڭ ئاتاقلىق مۇزىكانتلىرى تاللاپ چىققان يۈز خىل ئاھاڭنى، شائىرلار، ناخشىچىلار، مۇزىكانتلار ۋە غەزەلچىلەرنىڭ تەرجىمھاللىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. بۇ كىتابنى تۈزۈشكە ئەللىك يىل ۋاقىت سەرپ قىلىنغان.

الأغْلَب، بنو أغلب: (ئەغلەب، بەنۇ ئەغلەب). ئافرىقىدا (ھ 184-297 / م 800-909) ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن ئىسلامىي

سۇلالە. ھاكىمىيەت قۇرغۇچىسى ئىبراھىم ئىبنى ئەغلەب. فاتىمىيە سۇلالىسى ئۇلارنى مۇنقەرىز قىلغانغا قەدەر تۇنىستىكى قەيرىۋان شەھىرى سۇلالىنىڭ پايتەختى بولغان.

الأفغانيّ، جمال الدين بن صفدر: (ئافغانى، جامالۇددىن ئىبنى سەفدەر) (ھ 1254-1315 / م 1838-1897). ئىسلام مۇتەپەككۇرى، دىنىي ئىسلاھاتچى، ئافغانىستاننىڭ ئەسئەد ئاباد دېگەن يېرىدە تۇغۇلغان. ئۇ ئۆز دەۋرىدە ئىسلام ئەللىرىنى مۇستەملىكىدىن قۇتۇلۇشقا ئۈندىگەن، ئىسلامىي ئىتتىپاقلىققا چاقىرغان. شەرق ۋە غەرب ئەللىرىنى ئايلانغان ۋە پارىژدا شەيخ مۇھەممەد ئابدۇ بىلەن بىرلىشىپ "العروة الوثقى" «ئەلئۇرۋەتۇل ۋۇسقا» «مۇستەھكەم تۇتقا» ناملىق ژۇرنالنى نەشر قىلغان.

أفلاطونُ: (ئەپلاتۇن) (مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 427-347). داڭلىق يۇنان پەيلاسوپى. سوقراتتىن تەلىم ئالغان، ئارىستوتېل ئۇنىڭ شاگىرتى ئىدى. ئۇنىڭ كۆزگە كۆرۈنگەن ئەسەرلىرىدىن "الجمهورية" «ئەلجۇمھۇرىيە» (جۇمھۇرىيەت)، "المحاورات" «ئەلمۇھاۋەرات» (دىئالوگ)، "الشرائع" «ئەششەرائىئ» (قانۇن)، "السياسي" «ئەسسىياسى» (سىياسەت) قاتارلىقلار بولۇپ، بۇ ئەسەرلەرنىڭ كۆپىنچىسى ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلىنغان.

أفلاطوني: (ئەفلاتۇنىي). 1. ئەپلاتۇن پەلسەپىسىگە ئالاقىدار كىشىلەر.

2. ئەپلاتۇن پەلسەپىسىنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى.

3. ئەپلاتۇنچە مۇھەببەت. (روھىي مۇھەببەت جىسمانىي مۇھەببەتتىن ئۈستۈن تۇرىدۇ، دەيدىغان قاراش)

الأفلاطونية الجديدة، المحدثة، الحديثة: (ئەفلاتونىيەلجەدىيدىيە، ئەلمۇھدەسە، ئەلھەدىيسىيە). يېڭى پلاتونىزم، مىلادىيە 3-ئەسىردىن 6-ئەسىرلەرگىچە ئىسكەندەرىيەدە بارلىققا كەلگەن بىر خىل پەلسەپىۋى ئېقىم. ئۇنىڭ تۈپ نېگىزى: «كۆپلۈكنىڭ مەنبەسى بىرلىكتۇر». بۇنىڭدا سوفىزم خاھىشى بولۇپ، پەلسەپە بىلەن دىن بىرلەشتۈرۈلگەن.

الأقْصى: (ئەقسا). ئەقسا مەسجىدى، قۇددۇس شەھىرىدىكى مۇقەددەس چوڭ مەسجىد، سەخرەنىڭ جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. بۇ مەسجىد «قۇرئان كەرىم»دە تىلغا ئېلىنغان. ھازىرقى بەيتۇللاھ (كەئبە) قىبلە قىلىنىشتىن ئىلگىرى مۇسۇلمانلارنىڭ قىبلىسى بولغان. ھازىر ئىسرائىلىيىنىڭ ئىشغالىيىتىدە تۇرۇۋاتىدۇ.

أكْثَمُ بن صَيْفِيّ التميمي: (ئەكسەم ئىبنى سەيفى تەمىيمىي) (ھ ?-9 / م ?-630). ئەرەبلەرنىڭ جاھىلىيەت دەۋرىدىكى مەشھۇر دانىشمىنى ۋە ناتىقى. ئۇ مۇسۇلمان بولۇش ئىستىكىدە مەدىنىگە كېتىۋاتقاندا يولدا ۋاپات بولغان.

ألف ليلة وليلة: (ئەلفۇ لەيلە ۋە لەيلە). «مىڭبىر كېچە». ئەرەب خەلق ھېكايىلىرى توپلىمى. ھىجرىيە 7-8 (م 13-14)-ئەسىرلەردە يېزىلغان توقۇلما خاراكتېرىدىكى فانتازىيىلىك ئەسەر. ئۇ ئەدەبىي تىل بىلەن ئاغزاكى تىل ئارىسىدىكى مۆتىدىل تىلدا يېزىلغان. ھېكايىلەر ئارىسىغا شېئىرلار قىستۇرۇلغان. بۇ كىتاب جەمئىي 264 ھېكايىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولۇپ، ئۇنى شەھرىزاد شەھرىيار شاھنىڭ ھوزۇرىدا

ھەمشىرىسى دۇنىيازادىگە مىكبىر كىچىدە ئېيتىپ بەرگەن. بۇ ياۋروپا تىللىرىنىڭ تولىسىغا تەرجىمە قىلىنغان ۋە مۇزىكانت، رەسسام، سىنارىستلار ۋە يازغۇچىلارغا زور ئىلھام بەخش ئەتكەن.

الألفيّة: (ئەلفىيە). ئىبنى مالىكنىڭ مەشھۇر گراماتىكا كىتابى. ئاپتور بۇ كىتابتا ئەرەب تىلى گراماتىكا قائىدىلىرىنى مىڭ بېيىتقا يىغىنچاقلىغان.

الألكسو: (ئەلىكسۇ). ئەرەب تەلىم-تەربىيە، مەدەنىيەت ۋە ئىلىم-پەن تەشكىلاتى. بۇ ئەرەب دۆلەتلىرى ئىتتىپاقىدىكى تەشكىلاتلارنىڭ بىرى بولۇپ، باش ئاپپاراتى تۇنىستا.

الآمدي (أبو القاسم): (ئامىدى، ئەبۇلقاسىم) (ھ ?-371 / م ?-981). بەسرەدە ياشىغان ئەدىب، ئوبزورچى، تىلشۇناس. ئۇنىڭ شائىرلارنىڭ ئىسىملىرى توغرىسىدا يازغان "المؤتلف والمختلف في أسماء الشعراء" «ئەلمۇئتەلەف ۋەلمۇختەلەف فى ئەسمائىششۇئەرا» ناملىق كىتابى ۋە "الموازنة بين أبي تمام والبحتري" «ئەلمۇۋازەنەتۇ بەينە ئەبى تەممام ۋەلبۇھتۇرى» (ئەبۇ تەممام بىلەن بۇھتۇرى ئوتتۇرىسىدا سېلىشتۇرما) قاتارلىق بىرقانچە پارچە ئەسىرى بار.

الآمدي (سيف الدين): (ئامىدى، سەيفۇددىن) (ھ ?-631 / م ?-1233). ئۇسۇلشۇناس. دەمەشىقتە مۇدەررىسلىك قىلغان. ئۇنىڭ "الإحكام في أصول الأحكام" «ئەلئىھكام فى ئۇسۇلىل ئەھكام» (دىنىي ئەھكاملار) ناملىق كىتابى بار.

الآمدي (عبد الواحد): (ئامىدى، ئابدۇلۋاھىد) (ھ ?-550 / م ?-1155). مەشھۇر ئەدىب. ئۇ ھەزرىتى ئەلىنىڭ ھېكمەتلىك سۆزلىرىنى توپلاپ، "غرر الحكم ودرر الكلم" «غۇرەرۇل ھېكەم ۋە دۇرەرۇل كەلىم» (ئېسىل ھېكمەتلەر) ناملىق كىتابىنى يېزىپ چىققان.

امرؤ القيس: (ئىمرۇلقەيس) (م 500-545). نەجدەدە تۇغۇلۇپ، ئەنقەرەدە ۋاپات بولغان. ئۇ جاھىلىيەت شائىرلىرىنىڭ پېشۋاسى. كەئبىگە ئېسىلغان شېئىرلار ئىچىدە ئۇنىڭمۇ شېئىرى بار ئىدى. ئۇنىڭ ئىسمى ھەندەج ئىبنى ھەجەر، تەخەللۇسى مەلەكۇززەلىل. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

الأمالي: (ئەمالى). ئەبۇ ئەلىي قالىي تۈزگەن ئەدەبىيات ۋە لۇغەت كىتابى.

إمام الخطابي، محمد بن محمد: (ئىمامۇل خەتتابىي، مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ?-388 / م ?-998). فەقىھ، مۇھەددىس، لۇغەتشۇناس.

آمِنَةُ: (ئامىنە). ۋەھبى ئىبنى ئابدۇمانافنىڭ قىزى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالتە ياشقا كىرگەندە مەدىنىدىن مەككىگە قايتىش يولىدا ئەبۋا كەنتىدە ئالەمدىن ئۆتكەن.

أم حبيبة (رملة بنت أبي سفيان): (ئۇممۇ ھەبىبە، رەملە بىنتى سوفيان) (ھ ?-44 / م ?-664). رەسۇلۇللاھنىڭ ئاياللىرىدىن بىرى.

أم القيوين: (ئۇممۇلقەيۋىن). ئەرەب بىرلەشمە خەلىپىلىكىدىكى رەئىسۇلخەيمە بىلەن ئەجمان ئارىسىغا جايلاشقان بىر خەلىپىلىك. پايتەختى ئۇممۇلقەيۋىن.

ئاساسلىق كىرىمى بېلىقچىلىق ۋە مەرۋايىتتىن كېلىدۇ.

أم كلثوم: (ئۇممۇ كۇلسۇم) (ھ ?-9 / م ?-630). رەسۇلۇللاھنىڭ قىزى. جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۇتەيبە ئىبنى ئەبۇ لەھەبكە ياتلىق بولغان. ھەمشىرىسى رۇقىيە ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ياتلىق بولغان.

الأمين العباسي: (ئەمىين ئابباسىي) (ھ 170-197 / م 787-813). ئابباسىي خەلىپىلىكىنىڭ ئالتىنچى خەلىپىسى. ھارۇن رەشىدنىڭ ئايالى زۇبەيدەدىن تۇغۇلغان ئوغلى. ھىجرىيە 193-يىلى ئاتىسى ۋاپات بولغاندىن كېيىن خەلىپە بولغان، لېكىن ئۇزاق ئۆتمەيلا قېرىندىشى مەئمۇن بىلەن توقۇنۇش يۈز بېرىپ جەڭ پارتلىغان. ئەمىين مۇشۇ جەڭدە ئۆلتۈرۈلگەن.

أُمَيَّةُ بن أبي الصلت: (ئۇمەييە ئىبنى ئەبى سەلت) (م ?-630). سەقىف قەبىلىسىدىن بولۇپ، جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن ئەرەب شائىرى. تائىفتا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇ بۇتقا چوقۇنۇشنى تاشلاپ، كىشىلەرنى ئىسلام دىنىغا دەۋەت قىلغان. ئۇ تولىمۇ زاھىد كىشى بولۇپ، شېئىرلىرىغا ھېكمەتلىك مەزمۇنلارنى سىڭدۈرگەندى. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

أُمَيَّةُ: بنو أُمَيَّةَ: (ئۇمەييە، بەنۇ ئۇمەييە). 1. قۇرەيشلەرنىڭ ئۇمەييە ئىبنى ئابدۇشەمسكە نەسەبەت بېرىلىدىغان بىر ئايمىقى. ئۇمەۋىيلارمۇ شۇنىڭغا نەسەبەت بېرىلىدۇ. 2. بەنۇ ئۇمەييە، ئۇمەۋىيۇن ھىجرىيە 40-132 (م 660-750)-يىللاردا ھاكىمىيەت بېشىدا تۇرغان مۇسۇلمانلار خەلىپىلىكى سۇلالىسى، ئۇلارنىڭ پايتەختى دەمەشق ئىدى. ئابباسىي سۇلالىسى شەرقتە ئۇلارنى مۇنقەرىز قىلغاندىن كېيىن، ئەندەلۇسقا كۆچۈپ ھىجرىيە 137-يىلى شۇ يەردە فەتھى قىلغۇچى ئابدۇراھماننىڭ باشچىلىقىدا بىر دۆلەت قۇرغان. ئۇمەۋىيلەر ھاكىمىيىتى ئۇ يەردە تاكى ھىجرىيە 424-يىلى (مىلادىيە 1031-يىلى)غىچە دەۋر سۈرگەن.

الأندلس: (ئەندەلۇس). ئەرەب مۇسۇلمانلىرى ئىبېرىيە (ئىسپانىيە ۋە پورتۇگالىيە) يېرىم ئارىلىغا ئورتاق قوللانغان ئىسىم. ئۇ ھازىر جەنۇبىي ئىسپانىيىنىڭ بىر ئۆلكىسى. بۇ جاي ئۇمەۋىيلار خەلىپىلىكى مەزگىلىدە راسا گۈللەپ ياشنىغان. ئەرەبلەر ئۇ يەردە تەخمىنەن سەككىز ئەسىرچە ھۆكۈم سۈرگەن.

أندونيسيا، أندونوسيا: (ئەندونىيسىيا، ئەندۇنۇسىيا) ھىندونېزىيە. شەرقىي ئاسىيانىڭ شەرقىي جەنۇبىدىكى بىر جۇمھۇرىيەت. ئۇنىڭ پايتەختى جاكارتا. ئاھالىسىنىڭ كۆپىنچىسى مۇسۇلمان. ئۇلار ئەھمەد سوكارنونىڭ رەھبەرلىكىدە گوللاندىيە ۋە ياپونىيىنىڭ مۇستەملىكىسىدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن كۈرەش قىلىپ، مىلادىيە 1949-يىلى مۇستەقىللىققە ئېرىشكەن.

أنس بن مالك: (ئەنەس ئىبنى مالىك) (ھ ?-93 / م ?-711). ئۇلۇغ ساھابە، مەدىنىدە تۇغۇلۇپ، بالا ۋاقتىدىلا مۇسۇلمان بولغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەبزى روھ قىلىنغۇچە بولغان ئارىلىقتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزمىتىدە بولغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن دەمەشىققە كەتكەن، ئاندىن ئۇ يەردىن بەسرەگە كۆچۈپ، ۋاپات بولغانغا قەدەر شۇ

يەردە تۇرغان. 2286 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

الأنساب: (ئەلئەنساب). سەمئانى تۈزگەن تەرجىمىھال قامۇسى. نەسەب ۋە لەقەبلەر بويىچە رەتكە تۇرغۇزۇلغان.

أنساب الأشراف: (ئەنسابۇلئەشراف). مەشھۇر شەخسلەرنىڭ تەرجىمىھالىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان چوڭ ھەجىملىك كىتاب، ئاپتورى بىلازرى.

الأنصار: (ئەنسار). ئەنسارىلار. ئەۋس بىلەن خەزرەج قەبىلىسىدىن تۇنجى تۈركۈمدە ئىسلامغا كىرگەنلەر. ئۇلار ئىسلامنى قوبۇل قىلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ۋە مەككىدىن ھىجرەت قىلىپ مەدىنىگە كەلگەن مۇسۇلمانلارنى كۈتۈۋېلىپ، ئۇلارنى ھىمايىسىگە ئالغان. بۇ ئىككى قەبىلە ئىسلام دىنىنىڭ قەد كۆتۈرۈشىدە چوڭ رول ئوينىغانلىقى ئۈچۈن ئەنسارىلار (ئىسلامغا ياردەم بەرگۈچىلەر) دەپ ئاتالغان.

أنطاكية: (ئەنتاكىيە). سۈرىيىدىكى ئاسي دەرياسى بويىغا جايلاشقان شەھەر. بۇ جاينى ئەرەبلەر ھىجرىيە 15 (م 636)-يىلى فەتھى قىلغان. بۇ شام مەملىكىتىنىڭ بىر قىسمى ۋە سالجۇقىيلار دۆلىتىنىڭ پايتەختى ئىدى. تۈركىيە ھىجرىيە 1358 (م 1939)-يىلى ئۆزىگە قوشۇۋالغان.

أنْقَرَةُ: (ئەنقەرە). ئەڭ قەدىمىي شەھەر بولۇپ، رىم قەيسىرى (شاھى) ئاۋغۇستىس دەۋرىدە شەھەرلەشكەن. 1342 (م 1923)-يىلدىن بۇيان تۈركىيىنىڭ پايتەختى بولۇپ كېلىۋاتىدۇ.

الأهرامI: (ئەھرام). 1. قەدىمقى مىسىر قۇرۇلۇشلىرىنىڭ پىرئەۋنلەرنىڭ مەقبەرەلىرىگە خاس بولغان شەكلى، مىسىر مۇشۇ قۇرۇلۇشلىرى بىلەن مەشھۇر، بۇ ئەھراملار دۇنيادىكى يەتتە چوڭ مۆجىزىنىڭ بىرى دەپ قارىلىدۇ. بۇ ئەھراملارنىڭ ئەڭ مۇھىملىرى خوپۇ ئەھرامى، خەپرەڭ ئەھرامى، مۇنقەرەڭ ئەھراملىرىدۇر.

الأهرامII (جريدة): 2. (ئەھرام گېزىتى). بۇ قاھىرەدە چىقىرىلىدىغان مۇھىم گېزىت. ئۇنى ھىجرىيە 1292 (م 1875)-يىلى سەلىم ۋە بىشارەت تەقلا ئىسكەندىرىيىدە تەسىس قىلغان. ھىجرىيە 1317 (م 1899)-يىللاردا قاھىرەدە چىقىرىلىشقا باشلىغان.

الأهواز: (ئەھۋاز). خوزىستان (ئەرەبىستان) ئىقلىمىدىكى شەھەر. بۇ شەھەر ئەرەب قولتۇقىدىكى غەربىي ئىراننىڭ قارۇن دەرياسى بويىغا جايلاشقان.

الأوزاعي: عبد الرحمن بن عمرو: (ئەۋزائىي، ئابدۇراھمان ئىبنى ئەمرى) (ھ 88-157 / م 707-774). فىقھىشۇناس. بەئلەبەككىدە تۇغۇلۇپ، بېيرۇتتا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "السنن" «ئەسسۇنەن»، "المسائل" «ئەلمەسائىل» ناملىق ئەسەرلىرى بار. بۇ كىشى ئابباسىيلار خەلىپىلىرى ئالدىدا ھەقنى سۆزلەشتە ناھايىتى جۈرئەتلىك ئىدى.

الأوْسُ والخزرج: (ئەۋس ۋە خەزرەج). مەدىنىدە ئولتۇراقلاشقان ئەسلى يەمەنلىك ئىككى ئەرەب قەبىلىسى. مەدىنىدىكى ئەنسارىلار مۇشۇ ئىككى قەبىلىدىن تەشكىل تاپقان. بۇرۇن ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ناھايىتى ئېغىر ئاداۋەتلەر بار ئىدى. ئۇلار مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى ئىتتىپاقلاشتۇرۇپ، يېقىن قېرىنداش

قىلىپ قويغان.

أوْسُ بن حَجَر: (ئەۋس ئىبنى ھەجەر) (م 530ـ620). تەمىيملىك بولۇپ، جاھىلىيەت دەۋرىدە ياشىغان. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

إيادٌ: (ئىياد). ئەرەب ئەدنان قەبىلىسى. بۇ قەبىلە 3ـئەسىردە ئەرەب يېرىم ئارىلىدىن ئىراققا، ئاندىن شامغا، جەزائىرگە ۋە رۇم ئەللىرىگە كۆچۈپ كەتكەن.

إياسُ بن معاوية المـزني: (ئىياس ئىبنى مۇئاۋىيەتىل مۇزەنى) (ھ ؟ـ22 / م ؟ـ739). ئەرەبلەر ئىچىدىن چىققان ئەڭ مەشھۇر قازى. ئۇنىڭ چېچەنلىكى تىللاردا داستان بولغان.

إيـران: (ئىران). غەربىي ئاسىيانىڭ جەنۇبىدىكى ئىسلام جۇمھۇرىيىتى، ئۇنىڭ پايتەختى تېھران. بۇرۇن پارس ئېلى ياكى ئەجەم مەملىكىتى دەپ ئاتىلاتتى. ئىسفاھان، شىراز ۋە تەبرىز ئۇنىڭ ئەڭ ئاساسلىق شەھەرلىرىدىندۇر. ئۇ يەردە ھىجرىيە 1400 (م 1979)ـيىلى ئىنقىلاب قوزغىلىپ، شاھ مۇھەممەد رىزا پەھلىۋىي ھاكىمىيىتى ئاغدۇرۇلۇپ تاشلانغاندىن كېيىن، بۇ دۆلەت ئۆزىنىڭ ئىسلام جۇمھۇرىيىتى ئىكەنلىكىنى ئېلان قىلدى.

إيرانيَّـــة، الإيرانيّـــة: (ئىرانىيە، ئەلئىيرانىيە). بۇ بىرقانچە خىل تىل سىستېمىسىنىڭ ئورتاق نامى بولۇپ، تۆۋەندىكىدەك بىرقانچە تىللارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1. قەدىمقى پارس تىلى. مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 4ـئەسىردىن 7ـئەسىرگىچە بولغان ئارىلىقتا ئىشلىتىلگەن تىل.

2. ئافىستىيە. بۇ قەدىمقى دىنىي تېكىستلەر لۇغىتى، بۇ مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 8ـئەسىرگە تۇتىشىدۇ.

3. پەھلىۋىي تىلى. بۇ ئوتتۇرا ئىران تىلى، مىلادى 3ـئەسىردىن 7ـئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىغىچە ساسانىيلاردەۋرىدە ئاساسلىق ئورۇندا تۇرغان تىل ئىدى.

4. پارس تىلى. بۇ ھازىرقى ئىران دۆلىتىنىڭ رەسمىي تىلى، ئۇ ئەرەب ھەرپلىرى بىلەن يېزىلىدۇ.

5. كورد تىلى. بۇ ئىران، ئىراق، تۈركىيە، سۇرىيە ۋە سوۋېت ئىتتىپاقىدىكى كوردلار تىلى.

6. ئافغان تىلى (پۇشتو تىلى). بۇ ئافغانىستاننىڭ رەسمىي تىلى.

أيوب: (ئەييۇب). ئەييۇب ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىن بولۇپ، ئاللاھ ئۇنىڭغا پەيغەمبەرلىك ئاتا قىلغان. ئاللاھ ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنى ھېسابسىز بايلىققا، كۆپ پەرزەنتكە ئىگە قىلىپ، تېنىنى ساغلام، بېجىرىم قىلغان. ئۇ ئاللاھنىڭ نېمەتلىرىگە شۈكۈر قىلىدىغان، تەقۋادار سالىھ بەندە ئىدى. كېيىن ئاللاھ ئۇنى سىناش يۈزىسىدىن بارلىق مال ـ مۈلۈكى ۋە پەرزەنتلىرىدىن مەھرۇم قىلىپ، ئېغىر كېسەللىككە مۇپتىلا قىلغان. ئەييۇب ئەلەيھىسسالام مۇسىبەتكە سەۋر قىلىپ، ئاللاھقا ھەمدۇ ـ سانا ئېيتىپ، ئىلگىرىكى تەقۋادارلىق ھالىتى بويىچە پەرۋەردىگارىدىن مەمنۇن بولغان. ئاللاھ ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ سەۋرچانلىقى ۋە تەقۋادارلىقىغا ئەجىر ئاتا قىلىپ، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن بالايى ـ ئاپەتلەرنى

كۆتۈرۈۋېتكەن. ئەييۇب ئەلەيھىسسالامغا پۇل-مال ۋە پەرزەنت ئاتا قىلغان، 26 ئوغۇل پەرزەنت بەرگەن. ئەييۇب ئەلەيھىسسالام رۇم خەلقىگە پەيغەمبەر قىلىنغان بولۇپ، 93يىل ئۆمۈر كۆرگەن.

الأيوبية، الدولة الأيوبية: (ئەلئەييۇبىيە، ئەييۇبىيە دۆلىتى) (ھ 567-648 / م 1171-1250). سۇلتان سالاھۇددىن ئەييۇبى مىسىردا فاتىمىيە دۆلىتىنى، شامدا زەنكىيە دۆلىتىنى يوقىتىپ، ئىراقنىڭ بەزى جايلىرىنى مۇنقەرىز قىلىپ، ئۆزىنىڭ دائىرىسىنى كېڭەيتكەندىن كېيىن قۇرۇپ چىققان ئىسلام دۆلىتى. بۇ دۆلەت زەنكىيە ئاتابېك دۆلىتىنىڭ داۋامى دەپ قارىلىدۇ. سۇلتان سالاھۇددىن ئەھلىسەلىپلەر بىلەن ئۈزلۈكسىز ئۇرۇش قىلىپ، ئۇلارنى نۇرغۇن جايلاردىن قوغلاپ چىقىرىۋەتكەن.

# ب

الباب، ميرزا علي محمد: (باب، مىرزا ئەلى مۇھەممەد) (ھ 1235_1266 / م 1819_1850). بابىيە مەزھىپىنىڭ ئاساسچىسى. ئۇ ئۆزىنى پەيغەمبەر دەپ دەۋا قىلغان.

البابُ العالي: (بابۇل ئالىي). ئىستانبولدىكى ئوسمان خاندانلىقى سۇلتانلىرىنىڭ ئوردىسىنىڭ ئاتىلىشى. 1718_يىلىدىن كېيىن، باش ۋەزىر شۇ يەردە تۇرغان.

البابيَّةُ: (بابىيە). ئىسلامنى دەۋا قىلىدىغان بىدئەت پىرقە. بۇلار 19_ئەسىردە پارس (ئىران) مەملىكىتىدە پەيدا بولغان، بۇ پىرقە ئەلباب مىرزا ئەلى مۇھەممەد شىرازىيغا نىسبەت بېرىلىدۇ.

باجَةُ: (باجە). تۇنىستىكى مۇھىم شەھەر، بۇغداي تىجارىتى ۋە شېكەر مەھسۇلاتى بىلەن مەشھۇر.

باجة، ابن باجة، أبو بكر محمد بن يحيى: (باجە، ئىبنى باجە، ئەبۇ بەكرى مۇھەممەد ئىبنى يەھيا) (ھ ?_333 / م ?_1139). ئىسپانىيىلىك پەيلاسوپ، تېۋىپ، ئاسترونوم، تەبىئەتشۇناس ۋە مۇزىكانت. ئۇنىڭ «ئارىستوتېل ئەسەرلىرىگە ئىزاھات»، «فارابى ئەسەرلىرىگە ئىلاۋە» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

باحثةُ البادية: (باھىسەتۇل بادىيە) (ھ 1304_1337 / م 1886_1918). مىسىرلىق يازغۇچى، شائىر ھەفنى ناسىفنىڭ قىزى، ئاياللار گۈللىنىشىنىڭ بايراقدارلىرىدىن. ئۇنىڭ "النسائيات" «ئەننىسائىيات» (ئاياللار توغرىسىدا)، "حقوق النساء" «ھۇقۇقۇننىسا» (ئاياللار ئىزى) ناملىق كىتابلىرى بار.

الباطنية: (باتىنىيە). باتىنىيلار پىرقىسى. بۇ پىرقە «ھەرقانداق سىرتقى كۆرۈنۈشنىڭ بار نەرسىنىڭ ئىچكى كۆرۈنۈشى بولىدۇ، ئاللاھ تەرىپىدىن نازىل قىلىنغان ھەرقانداق ئايەتنىڭ تەئۋىلى بولىدۇ» دەپ قارايدۇ.

الباقر محمد بن علي زين العابدين: (باقىر، مۇھەممەد ئىبنى ئەلى زەينۇل ئابىدىن) (ھ 57_114 / م 676_732). شىئە مەزھىپىدىكىلەرنىڭ ئون ئىككى ئىمامىنىڭ بەشىنچىسى، مەدىنىدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان.

الباقلّاني محمد بن الطيب أبو بكر: (باقىللانىي، مۇھەممەد ئىبنى تەييىب ئەبۇ بەكرى) (ھ ?_403 / م ?_1012). مۇتەكەللىمىينلەردىن بولغان فەقىھ، ئەشئەرىلەرنىڭ كاتتىلىرىدىن. بەسرەدە تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "إعجاز القرآن" «ئىئجازۇل قۇرئان» (قۇرئان مۆجىزىلىرى)، "الملل والنحل" «ئەلمىلەل ۋەننىھەل» (تۈرلۈك دىنلار ۋە مەزھەپلەر)،

"الأصول الكبير" «ئەلئۇسۇل كەبىير» (چوڭ ئۇسۇل) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

البُحتُري أبو عبادة الوليد بن عبيد الطائي: (بۇھتۇرىي، ئەبۇ ئۇبادەتۇل ۋەلىد ئىبنى ئۇبەيدۇتتائىي) (ھ 206-284 / م 821-897). ئابباسىي دەۋرىدىكى ئەرەب شائىرلىرىنىڭ بايراقدارلىرىدىن. ئۇ تەبىئەت تەسۋىرىدە داڭلىق چىقارغان. ئۇستازى ئەبۇ تەممامنىڭ «ھەماسىي» ناملىق كىتابىغا تەقلىد قىلىپ تۈزگەن "كتاب الحماسة" «كىتابۇل ھەماسە» ناملىق بىر كىتابى بار. يەنە بىر شېئىرلار توپلىمى نەشر قىلىنغان. ئۇ سۇرىيىدىكى مىنبەج سەھراسىدا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان.

البحرين: (بەھرەين). بەھرەين. ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى ئەرەب دۆلىتى، سەئۇدىينىڭ شەرقىگە جايلاشقان. پايتەختى مەنامە. بۇ دۆلەت 33 ئارالدىن تەركىب تاپقان.

بحيرا الراهب: (بۇھەيرا راھىب) (م ?-600). ئۇ بىر راھىب كىشى بولۇپ، ئەرەب يېرىم ئارىلىدا كارۋانلار ماڭىدىغان يولدا تۇرۇپ، كىشىلەرنى تەۋھىدكە دەۋەت قىلاتتى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر بولۇشتىن بۇرۇنلا، قۇرەيش سودىگەرلىرىنىڭ ئارىسىدا كۆرۈپ، رەسۇلۇللاھنىڭ تاغىسى ئەبۇ تالىپقا: قېرىندىشىڭنىڭ ئوغلى كەلگۈسىدە كاتتا ئىشلارنى قىلىدۇ، دېگەن.

البخاري محمد بن إسماعيل الجعفي: (بۇخارى، مۇھەممەد ئىبنى ئىسمائىل جوئفى) (ھ 199-256 / م 810-870). مۇھەددىس، تارىخشۇناس. بۇخارادا تۇغۇلغان، ئىلىم تەھسىل قىلىش ئۈچۈن ناھايىتى كۆپ سەپەر قىلغان. ئۇنىڭ "الجامع الصحيح" «ئەلجامىئۇسسەھىھ» ناملىق كىتابى ھەدىس كىتابلىرى ئىچىدىكى ئەڭ ئىشەنچلىك كىتاب بولۇپ، ئۇنىڭدىكى ھەدىسلەر 600مىڭ ھەدىس ئىچىدىن تاللانغان. ئۇنىڭ يەنە "التاريخ الكبير" «ئەتتارىخۇل كەبىر» (چوڭ تارىخ) قاتارلىق نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار.

بختيشوع: (بەختىشۇئ). ئەسلى جۇندى يىسابۇر دېگەن جايدىن بولۇپ، نېستورىيە جەمەتىدىن. ئابباسىيلار دەۋرىدە تەخمىنەن ئۈچ ئەسىرگە يېقىن مۇشۇ جەمەتتىن مەشھۇر تېۋىپلار يېتىشىپ چىققان.

بختنصر: (بۇختۇنەسسەر). قەدىمقى بابىل پادىشاھى. مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 569 ~ 586-يىللىرى پەلەستىنگە ئىككى قېتىم ھۇجۇم قىلىپ، نۇرغۇنلىغان يەھۇدىيلارنى بابىلغا ئېلىپ كەتكەن. يەھۇدىيلار ئۇ يەردە 50 يىل ئاسارەتتە ياشىغان. بۇ دەۋر يەھۇدىيلار تارىخىدا «بابىل ئاسارىتى» دەپ ئاتالغان.

البداية و النهاية: (ئەلبىدايە ۋە نىھايە). ئەللامە ئىبنى كەسىر تۈزگەن يۇرۇشلۇك تارىخ كىتابى.

البدوي (شهاب الدين أحمد): (بەدەۋى، شىھابىددىن ئەھمەد) (ھ ?-657 / م ?-1276). مەشھۇر تەرىقەتچى، فاستا تۇغۇلۇپ، تەنتادا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ قەبرىسى مەشھۇر زىيارەتگاھ مازار. ئەھمەدىيە ياكى بەدەۋىيە سۇلۇكى ئۇنىڭغا نىسبەت بېرىلىدۇ.

بديع الزمان الهمداني: (بەدىئۇززامان ھەمەدانى، ئەھمەد ئىبنى ھۇسەين) (ھ ?-398 / م ?-1007). مەشھۇر ئەدىب.

«ماقامات» ناملىق كىتابى ئۇنىڭ ئەڭ مەشھۇر ئەسىرىدۇر. ئۇ ھەمەداندا دېگەن جايدا تۇغۇلغان.

البرامكة: (بەرامىكە). بەلخلىق پارس قەبىلىسى. ئاباسىيلار دەۋرىدە ئۇلارنىڭ ئەۋلادلىرى ۋەزىرلىككە ئولتۇرغان. ئۇلار داڭلىق شائىرلارنى ئۆزىگە تارتقان. سېخىيلىق بىلەن مەشھۇر بولغان. ھارۇن رەشىد ئۇلارنى ئەيىبلەپ جازالىغان. ئۇلار: خالىد ئىبنى بەرمەك، خالىد سەففاھ، يەھيا ئىبنى خالىدلاردۇر. يەھيا ئىبنى خالىد ھارۇن رەشىدنىڭ تەربىيىچىسى ۋە ۋەزىرى، 808 ـ يىلى رەققە (بىر ساي) دىكى زىنداندا ۋاپات بولغان، ھارۇن رەشىد جەئفەر ئىبنى يەھيانى ئۆزىگە تارتقان. كېيىن نامەلۇم سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن ئۇنىڭغا بولغان مۇئامىلىسى ئۆزگىرىپ قىلىپ، 803 ـ يىلىدىكى «بەرامىكلار ۋەقەسى» دەپ ئاتالغان مەشھۇر ۋەقەدە ئۇنى قەتلى قىلىۋەتكەن.

البراهمة: (بەراھىمە). بۇ بۇتپەرەس بىر تائىپە بولۇپ، دىنىي تەبىقە تۈزۈلمىسىدە. بۇلارنىڭ بېكىتىلگەن قانۇنى بولمايدۇ، ئۇلار پەقەت "الفيدا" «ئەلفەيدا»، "البرهمانة" «ئەلبەرەھمانە» دېگەندەك قەدىمىي مىراس كىتابلارغىلا ئاساسلىنىدۇ.

البربر: (بەربەر). شىمالىي ئافرىقىدا ياشايدىغان مۇسۇلمان قەبىلىلەر. ئۇلار تارىق ئىبنى زىيادنىڭ ئوغۇللىرىنىڭ بىرىنىڭ رەھبەرلىكىدە ئەرەبلەر بىلەن بىللە ئەندەلۇسنى فەتھى قىلىشقا قاتناشقان. ئەغالىبە، مورابىتۇن، مۇۋەھھىدۇنلار شۇ قەبىلىدىندۇر.

البراء بن عازب: (بەررا ئىبنى ئازىب) (ھ ؟ ـ 71 / م ؟ ـ 690). خەزرەجلىك ساھابە، پارس فەتھىسىگە قاتناشقان.

البراء بن مالك: (بەررا ئىبنى مالىك) (ھ ؟ ـ 20 / م ؟ ـ 641). خەزرەجلىك ساھابە، پارس فەتھىسىگە قاتناشقان.

بروكلمان، كارل: (بروكلمان، كارل) (ھ 1285 ـ 1376/ م 1868 ـ 1956). گېرمانىيە شەرقشۇناسى. ئۇ گېرمانىيىدىكى نۇرغۇن مەكتەپلەردە ئەرەب تىلى ئوقۇتقۇچىسى بولغان. "تاريخ الأدب العربي" «تارىخۇل ئەدەبىل ئەرەبىي» (ئەرەب ئەدەبىياتى تارىخى)، "تاريخ الشعوب الإسلامية" «تارىيخۇششۇئۇبىل ئىسلامىيە» (ئىسلام مىللەتلىرى تارىخى) ناملىق ئەسەرلىرى مەشھۇر.

البزار (أبو بكر، أحمد بن عمرو بن عبد الخالق البزار): (بەززار، ئەبۇ بەكرى، ئەھمەد ئىبنى ئەمرى ئىبنى ئابدۇلخالىقىل بەززار) (ھ ؟ ـ 291 / م ؟ ـ 905). ھەدىسشۇناس، ئۇنىڭ ئىككى ھەدىس توپلىمى بار. چوڭ ھەجىملىك ھەدىس كىتابىنىڭ نامى "البحر الزاخر" «ئەلبەھرۇززاخىر» (چوڭ دېڭىز) دۇر.

البستان: (بوستان). شەيخ ئابدۇللاھ بوستانىي تۈزۈپ نەشر قىلدۇرغان لۇغەت.

البستاني، بطرس: (بوستانىي، بۇتروس) (ھ 1234 ـ 1301 / م 1819 ـ 1884). بۇتروس بوستانىي، مۇتەپەككۇر، تىلشۇناس. ئۇ تۈزگەن "محيط المحيط" «مۇھىيتۇل مۇھىيت» ۋە "دائرة المعارف" «دائىرەتۇل مەئارىف» ناملىق لۇغەتلەر بار. ئۇ لىۋانلىق ئىدى.

البستاني، سليم: (بوستانىي، سەلىم) (ھ 1264 ـ 1302 / م 1847 ـ 1885). لىۋانلىق

ژۇرنالىست. بۇتروس بوستانىينىڭ ئوغلى. ئۇنىڭ "الإسكندر" «ئىسكەندەر»، "قيس وليلى" «قەيس ۋە لەيلى»، "الهيام في جنان الشام" «ئەلھيام فى جىنانىششام» قاتارلىق سىنارىيە ئەسەرلىرى بار.

البستاني، سليمان: (بوستانىي، سۇلەيمان) (ھ 1273-1344 / م 1856-1925). لىۋانلىق ئەدىب، شائىر. گومىرنىڭ «ئىلىيادا» ناملىق داستانىنى ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلغان.

البستاني، عبد الله: (بوستانىي، ئابدۇللاھ) (ھ 1271-1349 / م 1854-1930). لىۋانلىق تىلشۇناس. ئۇنىڭ "البستان" «ئەلبوستان» (بوستان) ناملىق لۇغەت كىتابى بار.

البستاني، وديع: (بوستانىي، ۋەدىئ) (ھ 1306-1374 / م1888-1954). لىۋانلىق ئەدىب، "رباعيات عمر الخيام" «رۇبائىيات ئۇمەرىل خەييام» (ئۇمەر ھەييام رۇبائىيلىرى) ناملىق ئەسەرنى ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلغان.

البستي (أبو حاتم محمد بن حبان): (بۇستى، ئەبۇ ھاتەم مۇھەممەد ئىبنى ھەببان) (ھ ?-354 / م ?-965). تارىخشۇناس، جۇغراپىيەشۇناس ۋە مۇھەددىس. سىجىستانىنىڭ بەستە دېگەن يېرىدىن. سەمەرقەندكە قازى بولغان. ئۇنىڭ ھەدىس ساھەسىدە "المسند الصحيح" «ئەلمۇسنەد سەھىھ»، تارىخ ھەققىدە "علل أوهام أصحاب التواريخ" «ئىلەلۇ ئەۋھام ئەسھابىتتەۋارىيخ» (تارىخچىلارنىڭ ئەۋھاملىرى)، "غرائب الأخبار" «غەرائىبۇل ئەخبار» (قىزىق خەۋەرلەر)، شۇنداقلا ئەدەبىيات ساھەسىدە "روضة العقلاء" «رەۋزەتۇل ئۇقەلا» (ئاقىللار بۇلىقى) ناملىق كىتابلىرى بار.

البسوس، حرب البسوس: (بەسۇس، ھەربىل بەسۇس). بەسۇس ئۇرۇشى. بۇ ئۇرۇش مىلادىيە 494-534-يىللاردا يۈز بەرگەن. بۇ ئۇرۇش تەغلىب ۋە بەكرى قەبىلىسى ئارىسىدا قىرىق يىل داۋاملاشقان. بۇ ئۇرۇشتا تەغلىب قەبىلىسىدىكى كۇلەيبىنىڭ بەكرى قەبىلىسىدىكى بىر خوتۇننىڭ تۆگىسىنى ئۆلتۈرۈۋەتكەنلىكى سەۋەب بولغان.

بشر الحافي: (بىشرىل ھافى) (ھ ?-227 / م ?-841). مەرۋىلىك تەرىقەتچى، باغدادتا ھايات كەچۈرگەن.

البشري، عبد العزيز بن سليم: (بىشرىي، ئابدۇلئەزىز ئىبنى سەلىم) (ھ ?-1364 / م ?-1943). مىسىرلىق ئەدىب، قاھىرەدە تۇغۇلۇپ، يەنە شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "في المرآة" «فىل مەرئەت»، "المختار" «ئەلمۇختار»، "قطوف" «قۇتۇف» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

بشار بن برد: (بەششار ئىبنى بەرد) (ھ 96-168 / م 714-784). ئاباسىي ئۇمەۋىيلەر دەۋرىدە ئۆتكەن شائىر. ئۇ ئەرەب شېئىرىيىتى يېڭىلىق تەرەپدارلىرىنىڭ سەركەردىسى ئىدى. ئۇ تۇغما ئەما بولۇپ، خەلقچىللىقى، ھېسسىياتلىق لىرىكىلىرى ۋە ئاچچىق ھەجۋىيلىرى بىلەن مەشھۇر.

البصرة: (بەسرە). ئىراقتىكى بىر شەھەر. ئۇمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرى (م 636)دە بىنا قىلىنغان. ئاباسىيلار زامانىدا تازا گۈللەنگەن. بەسرە ۋە كۇفە تىلشۇناسلىق بۆشۈكى ۋە مەدەنىيەت مەركىزىگە ئايلانغان.

بَقِيع الغرقَد: (بەقىئۇل غەرقەد). مەدىنىدىكى بەقى قەبرىستانلىقى، بۇ قەبرىستانلىقتا نۇرغۇنلىغان ساھابىلەر دەپنە

قىلىنغان.

بَكر (كارل): (بېكىر كارل) (ھ 1293 ـ 1352 / م 1876 ـ 1933). ئىسلام توغرىسىدا تەتقىقات ئېلىپ بارغان گېرمانىيە شەرقشۇناسى.

بَكر بن وائل: (بەكرى ئىبنى ۋائىل). رەبىئە ئايمىقىغا تەۋە ئەرەب قەبىلىسى. ئۇلار بىلەن قېرىنداش قەبىلە تەغلىب ئارىسىدا بەسۇس ئۇرۇشى يۈز بەرگەن. زىقار ئۇرۇشىدا پارسلارنى مەغلۇپ قىلغان.

البَكْرِيُّ، أبو عبيد عبد الله بن عبد العزيز: (بەكرى، ئەبۇ ئۇبەيد ئابدۇللاھ ئىبنى ئابدۇلئەزىز) (ھ 952 ـ 1003 / م 1040 ـ 1094). ئەندەلۇسلۇق جۇغراپىيىشۇناس. ئۇنىڭ جۇغراپىيىگە ئائىت "المسالك والممالك" «ئەلمەسالىك ۋەلمەمالىك» (يوللار ۋە مەملىكەتلەر)، لۇغەتكە ئائىت "معجم ما استعجم" «مۇئجەم مەستۇئجەم» ناملىق ئەسەرلىرى بار. قۇرتۇبە دېگەن جايدا ۋاپات بولغان.

بَكَّـةُ: (بەككە). مەككە شەھىرىنىڭ بۇرۇنقى ئاتىلىشى.

البَلاذُرِيُّ، أحمد بن يحيى: (بەلازۇرىي، ئەھمەد ئىبنى يەھيا) (ھ ? ـ 279 / م ? ـ 892). باغدادلىق تارىخشۇناس. ئۇنىڭ "فتوح البلدان" «فۇتۇھۇل بۇلدان» (مەملىكەتلەرنىڭ فەتھى قىلىنىشى)، "أنساب الأشراف" «ئەنسابۇل ئەشراف» (ئۇلۇغلارنىڭ نەسەبنامىسى) ناملىق ئەسەرلىرى بار. ئۇ رىۋايەتلىرى ۋە تەنقىدىي مۇلاھىزىلىرىنىڭ توغرىلىقى بىلەن تونۇلغان.

بلال بن رباح الحبشي: (بىلال ئىبنى رىباھىل ھەبەشىي) (ھ ? ـ 2 / م ? ـ 624). ئىسلامغا ئاۋۋال كىرگەن ساھابە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇئەززىنى ۋە بەيتۇل مالىنىڭ ئامبارچىسى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بارلىق جەڭلەرگە قاتناشقان. دەمەشقتە ۋاپات بولغان.

البلخي، أبو زيد أحمد بن سهل: (بەلخىي، ئەبۇ زەيد ئەھمەد ئىبنى سەھل) (ھ 236 ـ 323 / م 850 ـ 934). ئەرەبلەردىن چىققان جۇغراپىيىشۇناس. ئۇ شەرىئەت، پەلسەپە ۋە ئەدەبىيات ساھەسىدىمۇ ئالاھىدە مەلۇماتقا ئىگە. ئۇنىڭ "تقويم البلدان" «تەقۋىمۇل بۇلدان» (جۇغراپىيە لۇغىتى)، "صور الأقاليم" «سۇۋەرۇل ئەقالىيم» (ئىقلىملارنىڭ كۆرۈنۈشلىرى)، "أخلاق الأمم" «ئەخلاقۇل ئۇمەم» (مىللەتلەرنىڭ ئەخلاقلىرى)، "أقسام علوم الفلسفة" «ئەقسامۇ ئۇلۇمىل فەلسەپە» (پەلسەپە ئىلىمىنىڭ تۈرلىرى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

بنت الشاطئ (عائشة عبد الرحمن): (بىنتى شاتى، ئائىشە ئابدۇراھمان) (ھ ? ـ 1344 / م ? ـ 1926). مىسىرلىق ئەدىبە. دىمىياتتا مەرىپەتپەرۋەر دىنىي ئۆلىما ئائىلىسىدە دۇنياغا كەلگەن. ئۇ بىنتى شاتى تەخەللۇسى بىلەن مەشھۇر. ئەدەبىي ۋە ئىجتىمائىي ئوبزورچى. ئەرەب ئەدەبىياتى ۋە قۇرئان تەتقىقاتى پروفېسسورى. ئۇنىڭ "التفسير البياني للقرآن" «ئەتتەفسىرۇل بەيانىي لىلقۇرئان» ۋە "الحياة الإنسانية عند أبي العلاء" «ئەلھەياتۇل ئىنسانىيە ئىندە ئەبىل ئەلا» (ئەبۇلئەلا مەئەررىينىڭ قارىشىدىكى ئىنسانىيەت ھاياتى)غا ئوخشاش كۆپلىگەن ئەسەرلىرى بار.

البَنَّا، حسن: (بەننا، ھەسەنۇل بەننا) (ھ 1324 ـ 1369/ م 1906 ـ 1949). داڭلىق ئىسلام

مۇتەپەككۇرى، ئالىم، ئىسلاھاتچى. ھىجرىيە 1347 (م 1928)-يىلى مىسىردىكى ئىخۋانۇل مۇسلىمىين تەشكىلاتىنى قۇرغان. ئۇنىڭ تەلىماتى «ئىسلام دىمەك دىن ۋە ھاكىمىيەت دىمەكتۇر» دىگەن قاراشقا مەركەزلەشكەن. ئۇ قەستلەپ ئۆلتۈرۈلگەن.

البَهاء زُهَيْر، المهلبي: (بەھا زۇھەير مەھلىبى) (ھ 582-656 / م 1186-1258). شائىر، ئەدىب، مەككىدە تۇغۇلۇپ، مىسىردا ئۆسۈپ يىتىلگەن. ئۇنى پادىشاھ سالىھ ئەييۇبىي ئۆز يىنىغا تارتقان. ئۇ ئايىغى چاققانلىقى بىلەن تونۇلغان. ئۇنىڭ بىر شىئىرلار توپلىمى ۋە بىر رىساللەر مەجمۇئەسى بار.

البَهائِيَّة: (بەھائىيە). ئۆزىنى ئىسلامغا مەنسۇپ دەپ دەۋا قىلىدىغان بىر خىل دىنىي گورۇھ. بۇ گورۇھ ئىراندا پەيدا بولغان. بۇ گورۇھنى باھائۇللا دەپ تونۇلغان مىرزا ھۆسەين (ھ 1233-1310 / م 1817-1892) تەسىس قىلغان. ئۇ ئۆزىنى پەيغەمبەر دەپ دەۋا قىلغان.

بوذا: (بۇزا) (مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 564-483). ھىندى دانىشمەنلىرىدىن بولۇپ، بۇددا دىنىنىڭ ئاساسچىسى. ئۇنىڭ تەلىماتلىرى "إنجيل بوذا" «ئىنجىل بوزا» نامىدا ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلىنغان. بوزا نۇرلۇق دىگەن مەنىدە.

بورْسَعيد: (بور سەئىد). مىسىردىكى بىر شەھەر ۋە ئوتتۇرا دېڭىزغا جايلاشقان سۈۋەيش قانىلىنىڭ كىرىش ئېغىزىدىكى مۇھىم پورت. ئۇنى مىسىر ھۆكۈمرانى خىدەيۋ سەئىد بەرپا قىلغان. بۇ جاي ھىجرىيە 1376 (م 1956)-يىلى مىسىر سۈۋەيش قانىلىنى دۆلەت ئىگىلىكىگە ئۆتكۈزۈۋالغاندا، فرانسىيە بىلەن ئەنگلىيىنىڭ ئورتاق تاجاۋۇز قىلىشىغا ئۇچرىغان.

البوصيري، محمد بن سعيد، شرف الدين: (بۇسەيرى، مۇھەممەد ئىبنى سەئىد، شەرەفىددىن) (ھ 610-695 / م 1213-1295). شائىر ۋە خەتتات. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەققىدىكى مەدھىيىلىرى، بولۇپمۇ رەسۇلۇللاھنى ماختاپ يازغان «قەسىدە بۇردە»سى بىلەن مەشھۇر بولغان. ئۇنىڭ بىر شىئىرلار توپلىمى نەشىر قىلىندۇرۇلغان.

بُولاق: (بۇلاق). قاھىرەدىكى بىر مەھەللە، بۇ جاي مەملۇكىيلار ۋە ئوسمانىيلار دەۋرىدە نىل دەرياسى بويىدىكى بىر پورت ئىدى. بۇ يەر ناپالېئون مىسىرنى ئىشغال قىلغاندا ئېلىپ كەلگەن مەتبەچىلىك ماشىنىسى بىلەن شۆھرەت قازانغان.

البُوَيْهيُّون: (بۇۋەيھىيۇن). ئىراننا ھۆكۈمرانلىق قىلغان شىئە خانىدانلىقى، دەيلەمىي جەمەتىدىن. ھىجرىيە 334-447 (م 945-1055)-يىللاردا باغدادتا ھۆكۈمرانلىق قىلغان. سالجۇقىيلار سۇلتانى توغرۇلبېكنىڭ قولىدا مۇنقەرىز بولغان.

البَيان والتَّبْيين: (بايان ۋە تەبيىين). ئىبنى جاھىز تۈزگەن ئەدەبىيات ۋە ئىستىلىستىكا كىتابى.

بَيْرَم، محمد التونسي: (بەيرەم، مۇھەممەد تۇنىسىي) (ھ 1256-1307 / م 1840-1889). ئەدىب، سىياسىيون. ئۇنىڭ "صفوة الاعتبار بمستودع الأمصار" «سەفۋەتۇل ئىئتىبار بىمۇستەۋدەئىل ئەمسار» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

البِيْروني، أبو الريحان محمد بن أحمد: (بەيرۇنىي، ئەبۇ رەيھان مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد) (تەخمىنەن ھ 363 ـ 440 / م 973 ـ 1048). ماتېماتىكىشۇناس، ئاستىرونوم ۋە تارىخشۇناس، خارەزىمدە تۇغۇلغان. ئۇنىڭ "الآثار الباقية من القرون الخالية" «ئەلئاسارۇل باقىيە مىنەل قۇرۇنىل خالىيە» (ئۆتكەن ئەسىرلەردىن قالغان ئىزلار)، ئاستىرونومىيىگە ئائىت "القانون المسعودي في الهيئة والنجوم" «ئەلقانۇنۇل مەسئۇدى فىل ھەيئەتى ۋەننۇجۇم» (مەسئۇدى قانۇنى)، "تاريخ الهند" «تارىيخۇل ھىند» (ھىندىستان تارىخى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

البَيْضاويُّ، عبد الله بن عمر، أبو الخير ناصر الدين: (بەيزاۋىي، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇمەر. ئەبۇلخەير ناسىرۇددىن) (ھ ؟ ـ 685 / م ؟ ـ 1286)، تەپسىرشۇناس. شىرازغا يېقىن جايدىكى بەيزا دېگەن يەردە تۇغۇلغان. ئۇنىڭ «تەفسىر قازى بەيزاۋىي» دەپ تونۇلغان "أنوار التنزيل وأسرار التأويل" «ئەنۋارۇتتەنزىل ۋە ئەسرارۇتتەئۋىل» ناملىق مەشھۇر تەپسىرى بار.

البيهقي (أبو بكر أحمد): (بەيھەقى، ئەبۇ بەكرى ئەھمەد) (ھ ؟ ـ 458 / م ؟ ـ 1066). شافىئىي مەزھىپىدىكى فەقىھ ۋە مۇھەددىس. بەيھەقتە ياشاپ، نىيشاپۇردا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "السنن الكبرى" «ئەسسۇنەنۇل كۇبرا»، "السنن الصغرى" «ئەسسۇنەنۇسسۇغرا»، "المبسوط" «ئەلمەبسۇت»، "الأسماء والصفات" «ئەلئەسمائۇ ۋەسسىفات» (ئىسملار ۋە سۈپەتلەر) قاتارلىق نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار.

البيهقي (أبو الفضل محمد): (بەيھەقى، ئەبۇلفەزل مۇھەممەد) (ھ 385 ـ 469 / م 996 ـ 1077). پارس تارىخشۇناسى. ئۇنىڭ غەزنە سۇلتانلىرىنىڭ تارىخىغا ئائىت «تارىخ مەسئۇدى» ناملىق بىر ئەسىرى بار.

# ت

تَأَبَّطَ شَرًّا، ثابت بن جابر سفيان الفهمي: (تەئەببەتە شەررەن، سابىت ئىبنى جابىر سۇفيانىل فەھمىي) (م ?_530). جاھىلىيەت دەۋرىدىكى سەرگەردان شائىر. ئۇ بىر كۈنى قىلىچىنى غىلىپىدىن سۇغۇرغىنىچە ئۆيىدىن چىقىپ كەتكەندىن كېيىن، بىر ئادەم ئۇنىڭ ئانىسىدىن: ئوغلۇڭ قېنى؟ دەپ سورىغاندا، ئانىسى: «يامانلىقنى سۇغۇرغىنىچە چىقىپ كەتتى»، دەپ جاۋاب بەرگەن، شۇ سەۋەبتىن ئۇ ئادەم شۇنداق ئاتىلىپ قالغان.

تاج العروس: (تاجۇل ئەرۇس). مۇرتەزا زۇبەيدىنىڭ فىيروز ئابادىينىڭ "قاموس المحيط" «قامۇسۇل مۇھىيت» ناملىق كىتابىغا يازغان شەرھ كىتابى. بۇ كىتاب 1188-يىلى يېزىلىپ تاماملانغان. مۇئەللىپ بۇ كىتابىدا "لسان العرب" «لىسانۇل ئەرەب»گە ئوخشاش نۇرغۇن كىتابلاردىن پايدىلانغان.

تاجْ مَحَل: (تاج مەھەل). ھىندىستاننىڭ ئەگرە شەھرىگە جايلاشقان قەبرە. بۇ قەبرە ئۆزگىچە مىمارچىلىق ئۇسلۇبى بويىچە لايىھەلەنگەن بولۇپ، دۇنيادىكى چوڭ ئاجايىباتلاردىن بىرى ھېسابلىنىدۇ. ئۇنى ئىمپېراتور شاھ جاھان مىلادىيە 1631-يىلى ئايالىنى دەپنە قىلىش ئۈچۈن ياساتقان.

تاريخُ الأمم والملوك: (تارىخۇل ئۇمەم ۋەلمۇلۇك). ئەبۇ جەئفەر مۇھەممەد ئىبنى جەرىرتتەبەرى تۈزگەن "تاريخُ الطَّبَرِي" «تارىخۇتتەبەرى» (تارىخ تەبەرى) نامى بىلەن مەشھۇر بولغان تارىخي ئېنسىكلوپېدىيە. مۇئەللىپ بۇ كىتابتا قەدىمقى زاماندىن باشلاپ، ھىجرىيە 302 (م 915)-يىلغىچە بولۇپ ئۆتكەن ۋەقەلەرنى خاتىرىلىگەن.

التَّبابِعَةُ: (تەبابىئە). ھىميەرىيلەر دۆلىتى يىمىرىلگەندىن كېيىن ئوتتۇرىغا چىققان يەمەن دۆلىتى. بۇ دۆلەت مىلادىيە 6-ئەسىرلەرگىچە ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن.

التبريزي الخطيب (أبو زكريا يحيى): (تىبرىزىل خەتىب، ئەبۇ زەكەرىيا يەھيا) (ھ 421_501 / م 1030_1108). تىلشۇنا-سلار ۋە ئەدىبلەر پېشۋاسى. تەبرىزدە تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. ئەبۇلئەلا مەئەررى ۋە جۇرجانىدىن تەلىم ئالغان. ئۇنىڭ ئەبۇ تەممامنىڭ دىۋانىغا يازغان "شرح ديوان الحماسة" «شەرھى دىۋانىل ھەماسە»، ئىبنى سىكىتنىڭ "تهذيب إصلاح المنطق" «تەھزىبۇ ئىسلاھىل مەنتىق» ۋە "تهذيب الألفاظ" «تەھزىبۇل ئەلفاز» ناملىق كىتابلىرىغا يازغان شەرھى ۋە ئەبۇلئەلا مەئەررىنىڭ كىتابىغا يازغان "شرح سقط الزند" «شەرھى سەقتۇززەند» ناملىق ئەسەرلىرى بار. ئۇ ھەدىس ئىلمى ئۈستىدە ئىزدىنىش ئېلىپ بارغان ۋە ئىبنى سائاتى يازغان "نهاية الوصول إلى علم الأصول" «نىھايەتۇل ۋۇسۇل ئىلا ئىلمىل ئۇسۇل» (ئۇسۇل ئىلمىنىڭ يۇقىرى

پەللەسكە يېتىش) ناملىق كىتابىنى شەرھلىگەن.

تَبُوك: (تەبۇك). ھىجازنىڭ شىمالىدىكى بىر ۋاھە. ئۇ يەردە ھىجرىيە 9 (م 630)-يىلى شىمالىي ئەرەبلەرنى ۋە رۇمنى بويسۇندۇرۇش ئۈچۈن غازات قىلىنغان بولۇپ، بۇ غازات شۇ جاينىڭ نامى بىلەن ئاتالغان.

التجاني، أبو العباس أحمد بن محمد: (تىجانىي، ئەبۇلئابباس ئەھمەد ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ؟-1230 / م ؟-1815). مالىكىي مەزھىپىدىكى فەقىھ، ئەھلى تەسەۋۋۇپ. جەزائىردا تۇغۇلۇپ، ماراكەشتە ۋاپات بولغان. تىيجانىيە تەرىقىتى شۇ كىشىگە نىسبەت بېرىلىدۇ.

تحفة النظار في غرائب الأمصار وعجائب الأسفار: (توھفەتۇننەززار فى غەرائىبىل ئەمسار ۋە ئەجائىبىل ئەسفار). داڭلىق سەيياھ ئىبنى بەتۇتىنىڭ ساياھەتنامە خاراكتېرىدىكى ئەسىرى.

تِرْمِذ: (تىرمىز). ئافغانىستاننىڭ شىمالىدىكى جەيھۇن دەرياسى بويىغا جايلاشقان شەھەر. مۇسا ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى خارەزىم بۇ جاينى فەتھى قىلغۇچە ئاھالىسى بۇددا دىنىغا ئېتىقاد قىلاتتى. ھازىر ئۆزبېكىستان تەۋەسىدە.

التِّرْمِذِيُّ، محمد بن عيسى: (تىرمىزىي، مۇھەممەد ئىبنى ئىسا) (ھ 209-279 / م 824-892). فەقىھ، مۇھەددىس، ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل ۋە ئىمام بۇخارىدىن ھەدىس ئۆگەنگەن. ئۇنىڭ "سُنَنُ التِّرْمِذِي" «سۇنەنۇ تىرمىزى» دەپ ئاتىلىدىغان "الجامع الصحيح" «ئەلجامىئۇسسەھىھ» ناملىق ھەدىس توپلىمى بار.

التَّفْتَازَانِيُّ، مسعود بن عمر: (تەفتازانىي، مەسئۇد ئىبنى ئۆمەر) (ھ 712-793 / م 1312-1390). تىلشۇناس، بالاغەتشۇناس، لوگىكىشۇناس. ئۇنىڭ يازغان ئەسەرلىرى كۆپ بولۇپ، تەلخىسنىڭ شەرھى "مطول"«مۇتەۋۋەل»، ئۇسۇلى فىقھى ھەققىدىكى "توضيح"«تەۋزىھ»نىڭ شەرھى "تلويح"«تەلۋىھ»، "عقائد النسفية" «ئەقائىد نەسەفىيە»نىڭ شەرھى، "شمسية" «شەمسىيە»نىڭ شەرھى، "تفسير كشاف" «تەفسىر كەششاف»نىڭ ھاشىيىسى قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان. بۇ زات ئون ئالتە ياش چېغىدىلا "زنجاني" «زەنجانى» ناملىق كىتابقا شەرھى يازغان.

تقويم البلدان: (تەقۋىمىل بۇلدان). ئەبۇل فىدانىڭ جۇغراپىيە توغرىسىدىكى مەشھۇر ئەسىرى. كىتابنىڭ باش قىسمىدا جۇغراپىيىنىڭ قائىدە-قانۇنىيەتلىرى ئوتتۇرىغا قويۇلغان. كىتابتا ئىسلام يۇرتلىرىدىن 623 يۇرت بايان قىلىنغان.

التَّلْمُودُ: (تەلمۇد). تالمۇد. يەھۇدىي دىنىنىڭ تەۋراتتىن قالسىلا ئەڭ مۇھىم دەپ قارىلىدىغان مۇقەددەس كىتابى. بۇ كىتاب يەھۇدىي دىنىنىڭ خاتىرىلەنمىگەن، ئاغزاكى رىۋايەت قىلىنغان ئەھكاملىرىدىن تۈزۈلگەن. بۇ كىتابقا يەھۇدىي موللىلىرى يازغان شەرھ ۋە ئىزاھاتلار بېرىلگەن.

التمرتاشي (محمد، شمس الدين الخطيب): (تۇمۇرتاشى، مۇھەممەد، شەمسىددىن خەتىب) (ھ ؟-1004 / م ؟-1595). ئۆز دەۋرىدىكى ھەنەفىي مەزھىپىنىڭ پېشۋاسى، غەززەلىك. ئۇنىڭ فىقھى توغرىسىدا "تنوير الأبصار" «تەنۋىرۇل ئەبسار» (كۆزلەرنى روشەنلەشتۈرۈش) ناملىق كىتابى بار.

تَميم بن مرة: (تەمىم، تەمىم ئىبنى مۇررە). ئەرەبلەرنىڭ مۇزەر ئايمىقىدىن بولغان چوڭ بىر قەبىلىسى. ئۇلارنىڭ زېمىنى ئەرەب ئارىلىنىڭ شەرقىي ساھىلىدىن فۇرات گىرۇپكىچە ئىدى. بۇ جايدىن نۇرغۇن تالانتلىق شائىرلار چىققان.

التَّنُوخِيُّ، أبو علي المحسّن بن علي: (تەننۇخىي، ئەبۇ ئەلىيىل مۇھەسسىن ئىبنى ئەلىي) (ھ ؟ـ384 / م ؟ـ994). ئەدىب، قىسسىچى. بەسرەدە تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "الفرج بعد الشدّة" «ئەلفەرەجۇ بەئدەششىددە» (جاپانىڭ تېگى راھەت)، "نشوار المحاضرة" «نىشۋارۇل مۇھازەرە» (لېكسىيە) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

تهافت التهافت: (تەھافۇتۇت تەھافۇت) (ھالاكەتنىڭ ھالاكىتى). ئىبنى رۇشدنىڭ غەززالىنىڭ "تهافت الفلاسفة" «تەھافۇتۇل فەلاسىفە» (پەيلاسوپلارنىڭ ھالاكىتى) ناملىق كىتابىغا رەددىيە بېرىپ يازغان كىتابى. ئىبنى رۇشد بۇ كىتابتا ئىمام غەززالى ئوتتۇرىغا قويغان «پەيلاسوپلارنىڭ 20 مەسىلىدىكى زىددىيىتى»نى كۆرسىتىپ بېرىدىغان بايانلارغا رەددىيە بەرگەن.

تهافت الفلاسفة: (تەھافۇتۇل فەلاسىفە). غەززالىنىڭ يۇنان پەيلاسوپلىرى ۋە فارابى، ئىبنى سىناغا ئوخشاش يۇنان پەيلاسوپلىرىنىڭ كۆز قاراشلىرىنى قوبۇل قىلغان پەيلاسوپلارنىڭ قاراشلىرىغا رەددىيە بېرىپ يازغان كىتابى. غەززالى ئۇلارنىڭ 20 تۈرلۈك مەسىلىدە خاتا كەتكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويغان. بۇ 20 مەسىلىنىڭ مۇھىملىرى دۇنيانىڭ ئەزەلىيلىكى، قايتا تىرىلىش، سەۋەب نەزەرىيىسى... مەسىلىلىرى بولۇپ، غەززالى بۇ قاراشلارغا رەددىيە بەرگەن. ئەلائۇددىن تۇسىنىڭ غەززالىنىڭ كىتابىغا ئوخشاش "تهافت الفلاسفة" «تەھافۇتۇل فەلاسىفە» (پەيلاسوپلارنىڭ ھالاكىتى) ناملىق بىر كىتابى بار.

التّهانوي، محمد علي بن محمد صابر الفاروقي: (تەھانەۋىي، مۇھەممەد ئەلىي مۇھەممەد سابىرىلفارۇقى) (ھ ؟ـ1158 / م ؟ـ1745). ھەنەفىي مەزھىپىدىكى ھىندىستانلىق ئىسلام مۇتەپەككۇرى. ئۇنىڭ ئىسلام ئىلىملىرى ئېنسىكلوپېدىيىسى ھەققىدە يازغان "كشاف اصطلاحات الفنون" «كەششافۇ ئىستىلاھاتىل فۇنۇن» (ئىلىم-پەن ئاتالغۇلىرى توغرىسىدا ئېنىقلىما) ناملىق ئەسىرى بار.

تهذيب المنطق: (تەھزىبىل مەنتىق). تەفتازانىنىڭ ئىلمى كالام توغرۇلۇق يازغان كىتابى بولۇپ، ئۇنىڭغا نۇرغۇن شەرھلەر يېزىلغان.

تُونسُ: (تۇنىس). شىمالىي ئافرىقىدىكى ئوتتۇرا دېڭىز بويىغا جايلاشقان ئەرەب ئىسلام جۇمھۇرىيىتى. ئۇنىڭ پايتەختى تۇنىس شەھىرى، بۇ دۆلەت ھىجرىيە 1376 (م 1956)-يىلى فرانسىيىنىڭ مۇستەملىكىسىدىن قۇتۇلغان. ھىجرىيە 1377 (1957م)-يىلى جۇمھۇرىيەت قىلىپ قۇرۇپ چىقىلغان. بۇ دۆلەتنىڭ سەفاقىس، سۇس، بىنزىرت ۋە قەيرىۋان قاتارلىق شەھەرلىرى بار.

التُّونسِيُّ، خير الدّين باشا: (تۇنىسى، خەيرۇددىن باشا) (ھ 1225ـ1307 / م 1820ـ1895). ئىسلامىي ئىسلاھاتچى، تارىخشۇناس ۋە ۋەزىر. ئۇنىڭ "أقوم المسالك في معرفة أحوال الممالك" «ئەقۋەمۇل مەسالىك فى مەئرىفەتى ئەھۋالىل مەمالىك» (مەملىكەتلەرنىڭ ئەھۋاللىرى توغرىسىدا)

ناملىق كىتابى بار.

تَيْمُور، أحمد بن اسماعيل: (تەيمۇر، ئەھمەد ئىبنى ئىسمائىل) (ھ 1288 ـ 1345 / م 1871 ـ 1927). مىسىرلىق تارىخشۇناس، تىل تەتقىقاتچىسى. بۇ كىشى مەدەنىي يادىكارلىقلارنى قوغداش ۋە ئەرەبچە قولىيازمىلارنى يىغىشقا بەك ئەھمىيەت بېرەتتى. ئۇ "التصوير عند العرب" «ئەتتەسۋىير ئىندەلئەرەب» (ئەرەبلەرنىڭ قارىشىدىكى تەسۋىرىي رەسىم)، "تصحيح لسان العرب" «تەسھىيھۇ لىسانىل ئەرەب» (ئەرەب تىلى لۇغىتىگە تۈزىتىش)، "أوهام شعراء العرب في المعاني" (ئەرەب شائىرلىرىنىڭ مەنە توغرىسىدىكى قاراشلىرى) ناملىق كىتابلارنى يازغان. بۇ كىشى مەشھۇر تەيمۇرىيە كۇتۇپخانىسىنىڭ ئىگىسى بولۇپ، ئۇنىڭ ئىچىدە قولىيازمىلار ۋە مەتبەئە بېسلمىلىرى بار ئىدى. بۇلارنى مىسىر كۇتۇپخانىسىغا ھەدىيە قىلغان.

تيمور، محمد بن أحمد: (تەيمۇر، مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد) (ھ 1310 ـ 1340 / م 1892 ـ 1921). مىسىرلىق يازغۇچى، دراماتۇرگ. ئۇنىڭ "حياتنا التمثيلية" «ھەياتۇناتتەمسىلىيە» (دراما ھاياتىمىز)، "المسرح المصري" «ئەلمەسرەھۇل مىسرىي» (مىسىر دراممىسى) ناملىق ئەسەرلىرى بار. ئۇ مىسىر مىكرو ھېكايىچىلىقىنىڭ بايراقدارى ئىدى.

تيمور، محمود بن أحمد: (تەيمۇر، مەھمۇد ئىبنى ئەھمەد) (ھ 1312 ـ 1393 / م 1894 ـ 1973). ئەرەب رومانچىلىقىنىڭ بايراقدارلىرىدىن، ھېكايە، سەھنە ئەسەرلىرى يازغۇچىسى ۋە ئەرەب تىلى جەمئىيىتىنىڭ ئەزاسى. قاھىرەدە تۇغۇلۇپ، شۋېتسىيىدە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "نداء المجهول" «نىدائۇل مەجھۇل» (نامەلۇم نىدا)، "مشكلات اللغة العربية" «مۇشكىلاتىللۇغەتىل ئەرەبىيە» (ئەرەب تىلىنىڭ قىيىن نۇقتىلىرى)، "معجم الحضارة" «مۇئجەمۇل ھەزارە» (مەدەنىيەت ئاتالغۇلىرى لۇغىتى) قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

التَيْمُورِيّة، عائشة: (تەيمۇرىيە، ئائىشە) (ھ 1256 ـ 1320 / م 1840 ـ 1902). مىسىرلىق شائىرە ۋە ئەدىبە. ئەھمەد ئىبنى تەيمۇرنىڭ ھەمشىرىسى، ئۇنىڭ "حيلة الطراز" «ھىيلەتۇتتەرراز» (شەكىل ئالدامچىلىقى) ناملىق بىر ئەسىرى ۋە ئەرەبچە، تۈركچە شېئىرلار توپلىمى بار.

# ث

ثابتُ بنُ قُـرَّةَ الحَـرَّاني: (سابىت ئىبنى قۇرەتـۇل ھەررانـى) (ھ 221ـ288 / م 836ـ901). ھەررانـدا تۇغۇلغـان. ئاسـترونوم، ماتېماتىك، تېۋىپ ۋە پەيلاسوپ. ئۇ تېبابەت، گېئـومېتىرىيە ۋە ئاسـترونومىيە ئەسـەرلىرىنى يۇنان ۋە سۇرىيە تىلىدىن ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلغـان. ئۇنـىڭ تېبـابەت ئىلمىـگە ئائىـت "الذخيرة في علـم الطـب" «ئەززەخىيرەتـۇ فـى ئىلمىتتىب» (تېبـابەت ئىلمـدىكى بـايلىقلار)، گېئـومېتىرىيىگە ئائىـت "المبـاني الهندسـية" «ئەلمەبانىيل ھەندەسىيە» (گېئومېتىرىيىلىك قۇرۇلمىلار) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

ثابت بن قيث بن شماس الخزرجي: (سابىت ئىبنى قەيس ئىبنى شەمماسىل خەزرەجىي) (ھ ؟ـ12 / م ؟ـ633). ئەنـسارىي، سـاھابە. ھەدىستە: «سابىت ئىنتـايىن ياخشى ئـادەم» دېـيىلگەن. ئـۇ ئاغرىـپ قالغانـدا پەيغەمـبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى يوقلاپ بارغان ۋە : «ئـى ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگـارى، سابىت ئىبنـى قەيسكە شىپالىق بەرگىن» دەپ دۇئا قىلغان. ھەزرىتى ئەبۇ بەكرىنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىـدە يەمامە ئۇرۇشىدا شېھىت بولغان.

الثّعالبيُّ، أبو منصور عبد الملك بـن محمـد: (سەئالىبىي، ئەبۇ مەنسۇر ئابدۇلمەلىك ئىبنى مـۇھەممەد) (ھ 351ـ430 / م 961ـ1038). تىلـشۇناس، ئەدىـب ۋە تارىخـشۇناس. نىيشاپۇردا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ لۇغەتكە ئائىت "فقه اللغة" «فىقھۇللۇغە» (تىـل ئىلمـى) ۋە باشـقا شـائىرلارنىڭ شېئىرلىرىدىن تـوپلام قىلىنغـان "يتيمة الدهر في شعراء أهـل العـصر" «يەتىيمەتـۇددەھر فـى شۇئەرائى ئەھلىـل ئەسرى»، "كتاب الأمثـال" «كىتـابۇل ئەمـسال» (مەسـەللەر) نـاملىق ئەسەرلىرى بار.

ثَعلَبٌ، أبو العباس أحمد بن يحيى الـشيباني: (سەئلەب، ئەبۇ ئاbbas ئەھـمەد ئىبنـى يەھيا شـــەيبانىي) (ھ 200ـ292 / م 810ـ904). تىلـشۇناس، گراماتىكـشۇناس. باغـدادتا تۇغۇلـۇپ، شـۇ يەردە ۋاپـات بولغـان. ئۇنـىڭ "الفـصيح" «ئەلفەسـيھ» (ئۇرتـاق تىـل)، "اخـتلاف النحـويين" «ئىختىلافۇننەھـۋىيىن» (گراماتىكـــشۇناسلارنىڭ ئوخـــشىمىغان قاراشـلىرى)، "المجـالس" «ئەلمەجـالىس» (سورۇنلار) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الثعلبي، أحمد بـن محمـد أبـو إسـحاق: (سـەئلەبىي، ئەھـمەد ئىبنـى مـۇھەممەد ئەبـۇ ئىـــسھاق) (ھ ؟ـ427 / م ؟ـ1035). نىيشاپۇرلۇق مۇپەسسىر، تارىخشۇناس. ئۇنىڭ "الكشف والبيان في تفسير القـرآن" «ئەلكەشفۇ ۋەلبەيان فـي تەپـسىيرىل قۇرئـان» (قۇرئـان تەپسىرى ھەققىدە ئېنىقلىما) نـاملىق ئەسـىرى ۋە پەيغەمبەرلەر قىسسـىسى ھەققىـدە يازغـان "عـرائس المجـالس" «ئەرائىـسۇل مەجـالىس» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

ثقيـــف: (سـەقىف). ئەرەب ئەدنـان

قەبىلىسى، ئۇلار تائىفتا ياشايدىغان بولۇپ، ئىسلام فەتھلىرىگە قاتناشقان، ئۇلاردىن نۇرغۇن قەھرىمانلار ۋە مەشھۇر قوماندانلار چىققان.

ثمامة بن أشرس (أبو معن): (سۇمامە ئىبنى ئەشرەس، ئەبۇ مەئىن) (ھ ؟ـ 213 / م ؟ـ 828). ئۇستا ناتىق، مۇئتەزىلە ئېقىمىدىكىلەرنىڭ چوڭلىرىدىن. رەشىد، مەئمۇنلار بىلەن زىچ مۇناسىۋەتتە ئۆتكەن. «سۇمامىيە پىرقىسى» ئۇنىڭ نامى بىلەن ئاتالغان.

ثَمُوْد، وثَمُودُ: (سەمۇد). 1. قەدىمكى ئەرەب قەبىلىسى بولۇپ، سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قوۋمى ئىدى. 2. يەمەن جۇمھۇرىيىتىدىكى بىر شەھەر.

ثوبان بن يجدد (أبو عبد الله): (سەۋبان ئىبنى يەجدۇد، ئەبۇ ئابدۇللاھ) (ھ ؟ـ 54 / م ؟ـ 674). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئازاتكەردىسى. رەسۇلۇللاھ ئۇنى سېتىۋېلىپ، ئازاد قىلىۋەتكەندىن كېيىن تا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىغا قەدەر خىزمىتىدە بولغان. رەسۇلۇللاھنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن پەلەستىندىكى رەملە دېگەن جايغا، ئاندىن كېيىن ھىمس شەھرىگە كۆچۈپ كەلگەن. ئۇ 128 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

# ج

جابر بن أفلح: (جابىر ئىبنى ئەفلەھ) (ھ ?ـ 545 / م ?ـ 1150). ئەندەلۇسلۇق ئاسترونوم، ئەشبەلىيىدە تۇغۇلغان. ئۇ ياۋروپادىمۇ داڭق چىقارغان. ئۇنىڭ ئاسترونومىيە ھەققىدە يازغان "الهيئة" «ئەلھەيئەت»، "إصلاح المجسطي" «ئىسلاھۇل مەجستىي» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

جابر بن حيان: (جابىر ئىبنى ھەييان) (ھ ?ـ 200 / م ?ـ 815). پەيلاسوپ، مەشھۇر ئەرەب خىمىيىشۇناسى، ئەسلى خۇراساندىن. كۇفە، باغداد، ۋە تۇس شەھەرلىرىدە ياشىغان. ئۇنىڭ "أسرار الكيمياء" «ئەسرارۇلكىيمىيا» (خىمىيە سىرلىرى)، "أصول الكيمياء" «ئۇسۇلۇل كىيمىيا» (خىمىيىلىك قائىدە-قانۇنىيەتلەر)، "علم الهيئة" «ئىلمۇلھەيئەت» (قىياپەتنامە)، "مجموع رسائل" «مەجمۇئۇررەسائىل» (ماقالىلەر توپلىمى) ناملىق ئەسەرلىرى بار. بىر قىسمى لاتىن تىلىغا تەرجىمە قىلىنغان. غەرب ئالىملىرى بۇ ئەسەرلەردىن پايدىلانغان.

جابر بن عبد الله: (جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ ?ـ 79 / م ?ـ 607). مەشھۇر ساھابە. ئۇ 1540 ھەدىس رىۋايەت قىلغان. كېيىنكى ئۆمرىدە مەدىنە مۇنەۋۋەرەدىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىدە دەرس بەرگەن.

الجاحظ، أبو عثمان عمر بن بحر: (جاھىز، ئەبۇ ئوسمان ئۇمەر ئىبنى بەھرى) (تەخمىنەن ھ 159ـ 254 / م 775ـ 868). كالامشۇناس ئەدىب، مۇتەپەككۇر، بەسرەدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ئۆسكەن مول ھوسۇللۇق يازغۇچى. ئۇ ئىپادىلەش جەھەتتە ئۆزگىچە خاس ئالاھىدە ئۇسلۇپ ياراتقان. ئۇنىڭ "الحيوان" «ئەلھەيىۋان» (ھايۋانلار)، "البخلاء" «ئەلبۇخەلا» (بېخىللار)، "البيان والتبيين" «ئەلبايان ۋەتتەبيىن» (بايانامە) ناملىق ئەسەرلىرى بار. مۇئتەزىلىلەر پىرقىسىنىڭ بىر قىسمى بولغان جاھىزىيەت ئېقىمى شۇ كىشىگە نىسبەت بېرىلىدۇ.

الجارم (علي) : (جارىم، ئەلى) (ھ 1298ـ 1368 / م 1881ـ 1949). مىسىرلىق مەشھۇر شائىر. ئۇنىڭ تۆت قىسىملىق شېئىرلار توپلىمى بار. "غادة رشيد" «غادەتۇ رەشىيد» (رەشىدنىڭ مەلىكىسى)، "شاعر ملك" «شائىرۇ مەلىك» (پادىشاھنىڭ شائىرى)، "فارس بني حمدان" «فارىسۇ بەنى ھەممەدان» (بەنى ھەممەداننىڭ چەۋەندازى) ۋە "الشاعر المطموح" «ئەششائىرۇل مەتمۇھ» (ئۈمىدۋار شائىر) قاتارلىق تارىخىي رومان ۋە پوۋېستلىرى بار.

الجارودية: (جارۇدىيە). ئەبۇ جارۇدنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان زەيدىيلەر پىرقىسى. بۇلار كۇفىلىق رادىكاللار بولۇپ، مۇرتىلىرى بىرقانچە پىرقىلەرگە بۆلۈنۈپ كەتكەن.

الجاسوس على القاموس: (ئەلجاسۇس

ئەلەلقاموس). ئەھمەد پارس شدياقىي يازغان قاموس. ئۇ فىيرۇز ئابادىنىڭ "محيط" «مۇھىيت» ناملىق لۇغىتىنىڭ خاتالىقلىرىنى تۈزىتىشنى مەقسەت قىلغان.

جُبْرانُ، جبران خليل: (جۇبران، جىبران خەلىل) (ھ 1301ـ1350 / م 1883ـ1931). لىۋانلىق ئەدىب. ئامېرىكىغا كۆچۈپ كېتىپ شۇ يەردە ۋاپات بولغان. كۆچمەن ئەدىبلەرنىڭ پېشۋاسى. قەلەمكەشلەر بىرلەشمىسىنى تەسىس قىلغانلارنىڭ بىرى. ئۇنىڭ "النبي" «ئەننەبىي» (پەيغەمبەر)، "الأجنحة المتكسرة" «ئەلئەجنىھەتۇل مۇتەكەسسىرە» (سۇنغان قانات)، "دمعة وابتسامة" «دەمئەتۈن ۋە ئىبتىسامە» (ياش ۋە كۈلكە) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الجَبَرْتِـيُّ، عبد الرحمن: (جەبەرتى، ئابدۇراھمان) (ھ 1168ـ1238 / م 1754ـ1822). مىسىرلىق تارىخشۇناس، مەشھۇر شەخسلەر ھەققىدە يېزىلغان "عجائب الآثار في التراجم والأخبار" «ئەجائىبۇل ئاسار فىتتەراجىم ۋەلئەخبار» ناملىق تەرجىمھال كىتاب ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئەسەرلىرىدىندۇر.

الجَبَلُ الأخضر: (جەبەلۇل ئەخزەر). 1. ئومان سۇلتانلىقىدىكى ئەڭ ئېگىز چوققا. 2. لىۋىيە جۇمھۇرىيىتىنىڭ شىمالىي قىسمى. 3. لىۋىيە جۇمھۇرىيىتىدىكى بىر شەھەر.

جَبَلُ طارق: (جەبەل تارىق). جەبەل تارىق بوغۇزى. ئىسپانىيە بىلەن ماراكەش ئوتتۇرىسىدىكى كەڭلىكى 15 كىلومېتىر كېلىدىغان بىر بوغۇز. بۇ يەر ياۋروپا قىتئەسى بىلەن ئافرىقا قىتئەسىنى ئايرىپ تۇرىدۇ. تارىق ئىبنى زىياد ھىجرىيە 93 (م 711)ـ يىلى ئىسپانىيىنى فەتھى قىلغاندا، مۇشۇ جايدىن ئۆتكەن. بۇ يېرىم ئارالنىڭ نامى ئىسپانىيىنى فەتھى قىلغان تارىق ئىبنى زىيادنىڭ نامى بىلەن ئاتالغان.

جَبَل لُبْنان: (جەبەل لۇبنان). لىۋاندىكى بىر ئۆلكە، ئۇنىڭ مەركىزى ئەبدا.

جَبَلَةُ بنُ الأَيْهَم: (جەبەلەتۇل ئەيھەم) (ھ ?ـ20 / م ?ـ641). شام مەملىكىتىدىكى غەسسانىيلار پادىشاھلىقىنىڭ ئاخىرقى پادىشاھى. ئۇ مۇسۇلمان بولغان، كېيىن مۇرتەد بولۇپ پاناھلىق ئىزدەپ رۇمغا قېچىپ كەتكەن. كېيىنكى ھاياتىنى كونىستانتىنوپولدا ئۆتكۈزگەن.

جبير بن مطعم بن عدي بن نوفل بن عبد مناف (أبو عدي): (جۇبەير ئىبنى مۇتئىم، ئىبنى ئەدى ئىبنى نەۋفەل ئىبنى ئابدۇ مەناف، ئەبۇ ئەدى) (ھ ?ـ59 / م ?ـ67). ساھابە، قۇرەيشنىڭ بىلىملىكلىرىدىن ئىدى. جاھىز ئۇنى نەسەبشۇناسلارنىڭ كاتتىسى دەپ قارىغان. 60 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

جحا: (جوھا). كۈلكىلىك بىر ئادەمنىڭ لەقىمى. بۇ ئادەم ئاباسىيلار خەلىپىلىكىنىڭ خەلىپىسى مەھدىنىڭ دەۋرىدە ۋاپات بولغان. مەشھۇر قىزىقچى ۋە لەتىپىچى.

جُرْجَانُ: (جۇرجان). قەزۋىن دېڭىزىنىڭ شەرقىي جەنۇبىدىكى پارس مەملىكىتىنىڭ بىر ئۆلكىسى ۋە بىر شەھىرىنىڭ نامى.

الجُرجَانيُّ: عبد القاهر: (جۇرجانىي، ئابدۇلقاھىر) (ھ ?ـ471 / م ?ـ1078). تىل ساھەسىدىكى پېشۋالاردىن بولۇپ، ئىلمى بالاغەت (ئىستىلىستىكا) ۋە ئىلمى بايانغا ئاساس سالغان. "أسرار البلاغة" «ئەسرارۇل

بالاغەت» (بالاغەت سىرلىرى)، "دلائل الإعجاز" «دەلائىلۇل ئىئجاز» (مۆجىزە پاكىتلىرى) ۋە "إعجاز القرآن" «ئىئجازۇل قۇرئان» (قۇرئان مۆجىزىلىرى) ئۇنىڭ ئەڭ مەشھۇر كىتابلىرىدۇر.

الجُرْجانيّ، علي بن محمد: (جۇرجانى، ئەلى ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 740ـ816 / م 1340ـ1413). كالامشۇناس ۋە پەيلاسوپ. ئۇنىڭ مۇھىم كىتابلىرى ئەللىك پارچىدىن ئاشىدۇ. جۈملىدىن "التعريفات" «ئەتتەئرىفات» (تەئرىفات)، "شرح المواقف" «شەرھىل مەۋاقىف»لارمۇ شۇ كىتابلاردىندۇر.

الجُرجانيّ: القاضي أبو الحسن علي: (جۇرجانى، قازى ئەبۇلھەسەن ئەلى) (ھ 337ـ392 / م 948ـ1001). شائىر، جۇرجان ۋە رەي شەھەرلىرىگە قازى بولغان. ئۇنىڭ بىر شېئىر دىۋانى ۋە "الوساطة بين المتنبي وخصومه" «ئەلۋەساتە بەينەل مۇتەنەببى ۋە خۇسۇمىھى» (مۇتەنەببى ۋە ئۇنىڭ رەقىبلىرى ئوتتۇرىسىنى ئىسلاھ قىلىش) ناملىق ئەسىرى بار.

جرمانوس، إيليوس: (جىرمانوس، ئىيلىيوس) (ھ ?ـ1302 / م ?ـ1884). ۋېنگرىيىلىك شەرقشۇناس. ئىسلامغا كىرىپ، ھەج قىلغان ۋە "الله أكبر" «ئاللاھۇ ئەكبەر» ناملىق بىر كىتاب يازغان.

جُرْهُمْ: (جۇرھۇم). قەدىمقى يەمەن ئەرەب قەبىلىسى. ئۇلار مەئرەب توسمىسى ۋەيران بولغاندىن كېيىن، يەمەندىن تارقىلىشقا باشلىغان ۋە ھىجاز زېمىنىغا كىرىپ، مەككىدە ئولتۇراقلىشىپ قالغان.

جرير بن عطية بن حزيفة الخطفي: (جەرىر ئىبنى ئەتىيە ئىبنى ھۇزەيفەتىلخەتەفى) (ھ 30ـ114 / م 651ـ732). بەنى تەمىم قەبىلىسىدىن چىققان ئۇمەۋىي شائىرى. يەمامە قىشلىقىدا تۇغۇلغان. پۈتۈن ئۆمرىنى شائىرلار بىلەن تىركىشىپ ئۆتكۈزگەن، شېئىرلىرى ھەجىۋىي تۈس ئالغان. شائىر فەرەزدەق ۋە ئەختەللەر بىلەن رىقابەتلىشىپ، ئالاھىدە شۆھرەتكە ئېرىشكەن. فەرەزدەق بىلەن قىلىشقان مۇشائىرىلىرى ئۈچ توملۇق قىلىنىپ، شېئىرلىرى ئىككى توملۇق قىلىنىپ نەشىر قىلىنغان.

الجَزَائِر: (جەزائىر، ئالجىرىيە). 1. جەزائىر خەلق دېموكراتىك جۇمھۇرىيىتى. شىمالىي ئافرىقىدىكى ئەرەب ئىسلام جۇمھۇرىيىتى بولۇپ، پايتەختى جەزائىر شەھىرى.

2. جەزائىر (ئالجىرىيە) جۇمھۇرىيىتىنىڭ پايتەختى ۋە ئوتتۇرا دېڭىزدىكى ئاساسلىق پورت.

الجَزائِريّ، الشيخ طاهر: (جەزائىرىي، شەيخ تاھىر) (ھ 1269ـ1339 / م 1853ـ1920). سۈرىيىلىك يازغۇچى. «زاھىرىيە» كۇتۇبخانىسىنى قۇرۇشقا ياردەملەشكەن ۋە ئۇنىڭ مۇدىرى بولغان. "تفسير القرآن" «تەفسىرۇل قۇرئان» (قۇرئان كەرىمنىڭ تەپسىرى) ناملىق كىتابى بار.

الجَزائِريّ، عبد القادر بن محيي الدين: (جەزائىرى، ئابدۇلقادىر ئىبنى مۇھيىددىن) (ھ 1223ـ1301 / م 1808ـ1883). جەزائىرنىڭ پېشۋاسى، جەزائىردىكى مۇئەسكەر شەھىرىگە يېقىن بىر جايدا تۇغۇلغان. فرانسىيە مۇستەملىكىچىلىكىگە قارشى بايراق كۆتۈرگەنلىكتىن دەمەشققە سۈرگۈن قىلىنغان ۋە شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ شېئىرلار

توپلىمى ۋە "المواقف" «ئەلمەۋاقىف» ناملىق بىر كىتابى بار.

الجزري، ابن الجزري، محمد بن محمد بن محمد، شمس الدين العمري الدمشقي: (جەزرىي، ئىبنى جەزرىي، مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد شەمسىددىن ئۇمەر دىمەشقىي) (ھ 751ـ833 / م 1350ـ1429). ئۆز زامانىسىدىكى قارىيلارنىڭ پېشۋاسى بولۇپ، ھەدىس ھاپىزلىرىدىن ئىدى. ئۇ دىمەشقتە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ئۆسكەن. ئۇ جەزىرەت ئىبنى ئۇمەرگە نىسبەت بېرىلىدۇ. ئۇنىڭ "النشر في القراءات العشر" «ئەننەشرۇ فىل قىرائاتىل ئەشرى» (ئون خىل قىرائەت توغرىسىدا)، "غاية النهاية في طبقات القراء" «غايەتۇننىھايە فى تەبقاتىل قۇررا» (قارىيلار تەرجىمھالى)، "ملخص تاريخ الإسلام" «مۇلەخخەس فى تارىخىل ئىسلام» (قىسقىچە ئىسلام تارىخى)، "فضائل القرآن" «فەزائىلۇل قۇرئان» (قۇرئاننىڭ پەزىلەتلىرى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الجزيرة: (جەزىرە). 1. ئەرەب جۇغراپىيەشۇناسلىرى دەجلە ۋە فۇرات دەرياسى ئارىلىقىدىكى رايونلارنىڭ شىمالىي قىسمىغا قويغان نام. بۇ جاي ھازىر سۈرىيىنىڭ شىمالىغا توغرا كېلىدۇ. 2. سۇداندىكى دېھقانچىلىق مەيدانى بولۇپ، ئاق دېڭىز ۋە زەڭگەر دېڭىزى ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان. 3. پېشىل ئارال: ئىسپانىيە دۆلىتىنىڭ ئەندەلۇس ئۆلكىسىدىكى بىر شەھەر، بۇ شەھەر جەبەل تارىق بوغۇزىغا جايلاشقان.

الجزولي، عبد الله بن ياسين: (جۇزۇلىي، ئابدۇللاھ ئىبنى ياسىن) (ھ ?ـ451 / م ?ـ1059). مۇرابىتىينلار ھەرىكىتىنىڭ ئاساسچىسى. ئۇلارنىڭ دىنىي، سىياسىي ئىشلىرىغا باشچىلىق قىلغان. ماراكەشتىكى بەربەرىيلەرنىڭ رەھبىرى.

الجزولي، عيسى بن عبد العزيز: (جۇزۇلىي، ئىسا ئىبنى ئابدۇلئەزىز) (ھ ?ـ607 / م ?ـ1210). ماراكەشلىك تىلشۇناس. گراماتىكشۇناس. ئۇنىڭ گراماتىكا ھەققىدە يازغان "الأمالي" «ئەلئەمالى»، "المقدمة الجزولية" «ئەلمۇقەددىمەتۇل جۇزۇلىيە» (جۇزۇلى مۇقەددىمىسى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

جَعْفَرُ بن أبي طالب: (جەئفەر ئىبنى ئەبۇ تالىب) (ھ ?ـ8 / م ?ـ629). ساھابە. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى. ھەزرىتى ئەلىنىڭ قېرىندىشى. ئىسلامغا بۇرۇن كىرگەن كىشىلەردىن بولۇپ، مۇئتە ئۇرۇشىدا شېھىت بولغان.

جَعْفَرُ، الصادق، جعفر بن محمد الباقر بن علي زين العابدين بن الحسين: (ئىمام جەئفەر سادىق، جەئفەر ئىبنى مۇھەممەد باقىر ئىبنى ئەلى زەينۇل ئابىدىن ئىبنى ھۇسەين) (ھ 80ـ147 / م 699ـ765). شىئە ئىمامىيە مەزھىپىدىكىلەرنىڭ ئون ئىككى ئىمامىنىڭ ئالتىنچىسى.

جَعْفَرِيٌّ: (جەئفەرى). ئىمام جەئفەر سادىقنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى، شىئە مەزھىپىدىكى جەئفەرىيە دەپ ئاتىلىدىغان بىر ئېقىم ياكى «جەئفەرىيە» مەزھىپى.

الجَعْفَرِيَّةُ: (جەئفەرىيە). شىئە مەزھىپىدىكىلەرنىڭ ئىمام جەئفەر سادىققا نىسبەت بېرىلىدىغان بىر پىرقىسى.

جلال الدين بن شمس الدين خوارزمي: (جالالىددىن ئىبنى شەمسىددىن خارەزمى).

خارەزىمدە تۇغۇلغان. بۇ زات بىلىمنىڭ چوڭقۇرلۇقىدا تەمسىل قىلىنىدىغان بولۇپ، ئىلىم تەلەپ قىلغۇچىلار يىراق جايلاردىن بۇ زاتنىڭ ھۇزۇرىغا بىلىم ئېلىشقا كېلەتتى. ئەھلى ئىلىملەر پايدىلىنىۋاتقان «ھىدايە» ناملىق كىتابنىڭ شەرھىسى «كىفايە» مۇشۇ زاتنىڭ ئەسىرىدۇر.

جلال، الدين الرومي: (جالالۇددىن رومى) (ھ 604ـ672 / م 1207ـ1273). ئەھلى تەسەۋۋۇپ پېشۋالىرىدىن بولۇپ، مەۋلەۋىيە تەرىقىتىنىڭ ئاساسچىسى، شائىر. ئۇ ئىراننىڭ بەلخ دېگەن يېرىدە تۇغۇلۇپ، تۈركىيىنىڭ كونيا دېگەن يېرىدە ۋاپات بولغان. تەسەۋۋۇپ ھەققىدە يېزىلغان «مەسنەۋى شەرىف» ناملىق مەشھۇر ئەسەر ئۇنىڭ ئەسىرىدۇر.

الجمهورية: (جۇمھۇرىيە). ئەپلاتۇننىڭ ئەسىرى بولۇپ، بۇ كىتابتا ئەخلاق، سىياسەت، تۇرلۇك ھاكىمىيەت ۋە ئۇلارنىڭ ئالاھىدىلىكلىرىگە مۇناسىۋەتلىك مۇھىم مەزمۇنلار ئادالەت نۇقتىسىدا تۇرۇپ شەرھلەنگەن.

مجمهرات العرب: (مۇجەمھەراتۇلئەرەب). جاھىلىيەت دەۋرىدە كەئبىنىڭ تېمىغا ئېسىلغان يەتتە قەسىدىدىن قالسىلا ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان يەتتە قەسىدە.

جَمِيلُ بُثَيْنَة: (جەمىيل بۇسەينە، جەمىل ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى مۇئەممەرىل ئۇزرىي) (ھ ؟ـ82 / م ؟ـ701). ئۇمەۋىي خەلىپىلىكىنىڭ شائىرى. ئۇ ئۆزىنىڭ سۆيگىنى بۇسەينىگە ئاتاپ يازغان شېئىرى بىلەن داڭق چىقارغان. مىسىردا ۋاپات بولغان.

جناح: محمد علي: (جۇناھ، مۇھەممەد ئەلىي) (ھ 1293ـ1368 / م 1876ـ1948). پاكىستان دۆلىتىنىڭ قۇرغۇچىسى. 1947ـ يىلى پاكىستاننىڭ تۇنجى قېتىملىق زۇڭتۇڭى بولغان.

جُنْديسابورُ: (جۇندىيسابۇر). سابۇر قۇرغان پارس شەھىرى. بۇ جاي ئۆزىنىڭ تېبابەت مەكتەپلىرى بىلەن مەشھۇر. مۇسۇلمانلار بۇ جاينى ھىجرىيە 17 (م 638)ـ يىلى ئۇمەر ئىبنى خەتتابنىڭ باشچىلىقىدا فەتھى قىلغان.

جِني، ابن جِني: (جىننىي، ئىبنى جىننىي، ئەبۇلفەتھى ئۇسمان) (ھ ؟ـ392 / م ؟ـ1002). كاتتا تىلشۇناس. مەۋسىلدا تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. تىل، گراماتىكا، فونېتىكا ۋە ئىستىلىستىكا ئىلمىدە ئاجايىپ يۇقىرى سەۋىيىگە يەتكەن. شۇ سەۋەبتىن تىل پەيلاسوپى دەپمۇ ئاتالغان. ئۇنىڭ "الخصائص" «ئەلخەسائىس» (خۇسۇسىيەتلەر)، "سر الفصاحة" «سىررۇل فەساھە» (پاساھەتنىڭ سىرى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الجنيد (أبو القاسم): (جۇنەيد، ئەبۇلقاسىم) (ھ ؟ـ297 / م ؟ـ910). باغدادلىق تەرىقەت پېشۋاسى. ئانا تەرەپ تاغىسى سەرى سەقتىنىڭ شاگىرتى. مەشھۇر جۇنەيدىيە تەرىقىتىنىڭ ئاساسچىسى.

جهم بن صفوان: (جەھم ئىبنى سەفۋان) (ھ ؟ـ128 / م ؟ـ745). جەھمىيە ياكى جەبەرىيە پىرقىسىنىڭ ئاساسچىسى. بۇ پىرقە «ئىنسان پۈتۈنلەي تەقدىرنىڭ ئىلكىدە بولۇپ، ھېچقانداق ئىشتا ئىختىيارى بولمايدۇ» دەپ قارايدۇ. ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىنى ئىنكار قىلىدۇ. ۋارىس ئىبنى سۇرەيج بىلەن ئۇمەۋىيلەرگە قارشى

چىققانلىقى ئۈچۈن قەتلى قىلىنغان.

الجَوادُ: محمد بن علي الرضا، أبــو جعفــر: (جەۋاد، مۇھەممەد ئىبنى ئەلى رىزا، ئەبۇ جەئـــــفەر) (ھ 195ـ220 / م 811ـ835). شــىئەلەرنىڭ ئــون ئىككــى ئىمامىنىــڭ توققۇزىنچىــسى. ئــۇ مەدىنىــدە تۇغۇلــۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان ۋە كازىمىيە دېگەن جايغا دەپنە قىلىنغان.

الجَواليقي، موهوب بن أحمد، أبــو منــصور: (جەۋالىقى، مەۋھۇب ئىبنى ئەھمەد، ئەبۇ مەنـــسۇر) (ھ 466ـ539 / م 1073ـ1144). تىلشۇناس. مەككىدە تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. "المعرب من الكلام الأعجمي على حروف المعجم" «ئەلمۇئەررەب مىنەلكەلامىل ئەئجەمىي ئەلا ھۇرۇفىل مۇئجەم» (ئەرەب تىلىغا چەتتىن كىرگەن سۆزلەر لۇغىتى) ناملىق لۇغەتنى تۈزۈپ چىققان.

الجَواهريُّ، محمد حسن باقر: (جەۋاھىرى، مۇھەممەد ھەسەن باقىر) (ھ ?ـ1266 / م ?ـ 1849). ئــۆز دەۋرىــدىكى شــىئەلەرنىڭ پېشۋاسى. نەجەفتە ۋاپات بولغان. ئۇ "جواهر الكلام في شرح شرائع الإسلام" «جەۋاھىرۇلكەلام فــى شــەرھى شــەرائىئىل ئىــسلام» (ئىسلام شەرىئىتىنى شەرھلەشتىكى مىغىزلىق سۆزلەر) ناملىق كىتابنى يېزىپ چىققان. بۇ قىرىق توملــۇق ئەســەر بولــۇپ، ئۇنىڭــدا جەئفەرىيلەرنىــڭ فىقھــى پىكىرلــىرى بايــان قىلىنغان.

الجَواهريُّ، محمــد مهــدي: (جەۋاھىرى، مــۇھەممەد مەھــدى) (ھ ?ـ1321 / م ?ـ 1903). ئىراقلىق داڭلىق شائىر، ژۇرنالىست. نەجەفــتە تۇغۇلغــان. كاتتــا شــائىر دەپ لەقەبلەنگەن، ئۇنىڭ ئالتە توملۇق بىر شېئىر دىۋانى بار.

الجَوزيُّ، ابن الجَوزي، عبد الرحمن بن علي أبو الفرج: (جەۋزى، ئىبنى جەۋزى، ئابدۇراھمان ئىبنــى ئەلــى ئەبــۇ فەرەج) (ھ 510ـ595 / م 1116ـ1199). ئــۆز دەۋرىنىــڭ تــارىخ ۋە ھەدىس ئەللامىسى ئىدى. باغدادتا تۇغۇلۇپ شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "تاريخ الملــوك والأمـــــم" «تــارىخۇل مۇلــۇك ۋەلئــۇمەم» (پادىشاھلار ۋە ئۇممەتلەر تارىخى)، "المنتظم في تاريخ الأمم" «ئەلمۇنتەزەم فى تارىخىل ئۇمەم» (ئۇممەتلەرنىــڭ تــارىخى)، "تلبــيس إبلــيس" «تەلبىــيس ئىبلــيس» (ئىبلىــسنىڭ ۋەسۋەسىسى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الجولان: (جولان). گولان. ئىئوردانىيە ۋە ســۇرىيە ئارىــسىدىكى ئىــستراتېگىيىلىك تــاغلىق رايــون. بۇجــاي ھىجــرىيە 1387 (1967م)ـيىلىــدىكى ئۇرۇشــتا ســۇرىيىنىڭ ھەربىــي بازىــسى بولغــان. ئۇرۇشـــتا ئىسرائىلىيىلىكلەرنىڭ قولىغا ئۆتۈپ كەتكەن بولــۇپ، تـــا ھـــازىرغىچە ئىـــسرائىلىيە ئىشغالىيىتىدە تۇرۇۋاتىدۇ.

جَوْهَرُ الصقلي: (جەۋھەرۇسسەقەلىي) (ھ ?ـ381 / م ?ـ992). فــاتىمىيە دۆلىتىنىـــڭ ۋەزىـــرى. فاتىمىلارنىـــڭ پادىـــشاھى مۇئىزىدىنلانىڭ قوماندانى. ئۇ مىسىرنى فەتھى قىلىپ، قاھىرە شەھىرىنى بىنا قىلغان ۋە ئەزھەر شىبرىغنى قۇرغان.

الجوهري، أبو نــصر إسماعيــل بــن حمــاد: (جەۋھەرى، ئەبــۇ نەســر ئىــسمائىل ئىبنــى ھەمـــــــــــاد) (ھ ?ـ396 / م ?ـ1005). تىلشۇناس. ئــۇ فاراب شــەھىرىدە تۇغۇلــۇپ، نىيشاپۇردا ۋاپات بولغان. «سىھاھ جەۋھەرى» نامىدا تونۇلغان مەشھۇر "تاج اللغــة وصــحاح

العربية" «تاجۇللۇغە ۋە سىهاھۇلئەرەبىيە» دېگەن لۇغەت كىتابى ئۇنىڭ ئەڭ مەشھۇر ئەسەرلىرىدىندۇر.

الجويني (أبو محمد عبد الله): (جۇۋەينى، ئەبۇ مۇھەممەد ئابدۇللاھ) (ھ ?ـ438 / م ?ـ1047). تەپسىرشۇناس، تىلشۇناس، شافىئىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. جۇۋەينىدە تۇغۇلۇپ، نىشاپۇردا ئولتۇراقلىشىپ قالغان. ئۇنىڭ "التفسير" «ئەتتەفسىر» (تەپسىر)، "الجمع والفرق" «ئەلجەمئۇ ۋەلفەرق» ۋە "رسالة إثبات الاستواء" «رىسالەتۇ ئىسباتىل ئىستىۋا» (ئاللاھنىڭ ئەرش ئۈستىدە قارار ئېلىشى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الجويني (أبو المعالي عبد الملك): (جۇۋەينى، ئەبۇلمەئالى ئابدۇلمەلىك) (ھ ?ـ478 / م ?ـ1085). شافىئىي مەزھىپىدىكى فەقىھ، كالامشۇناس. ھاياتىنى ئوقۇ-ئوقۇتۇشقا بېغىشلىغان. نىشاپۇردا چوڭ بولغان. كېيىن باغدادقا كۆچكەن. مەككە، مەدىنىدە ئولتۇراقلىشىپ مۇپتىلىق ۋەزىپىسىنى ئۆتىگەن ۋە ئىككى ھەرەم ئىمامى دەپ ئاتالغان. ئەشئەرىيلەر مەزھىپىنى قوبۇل قىلغان. نىشاپۇرغا قايتقاندا "المدرسة النظامية" «ئەلمەدرەسەتۇننىزامىيە» (نىزامىيە مەدرىسى)نى بىنا قىلىپ مۇدەررىسلىككە تەيىنلەنگەن. ئۇنىڭ ئۇسۇل توغرىسىدا "العقيدة النظامية في الأركان الإسلامية" «ئەلئەقىيدەتۇننىزامىيە فىل ئەركانىل ئىسلامىيە» (ئىسلام ئەركانلىرى ھەققىدە نىزامىيە ئەقىدىلىرى) ۋە "البرهان" «ئەلبۇرھان» (دەلىل) ناملىق كىتابلىرى، ئەشئەرىلەر مەزھىپى ھەققىدە يازغان "نهاية المطلب في دراية المذهب" «نىهايەتۇل مەتلەب فى دىرايەتىل مەزھەب» ۋە "الشامل" «ئەششامىل» ناملىق كىتابلىرى، دىنى پرىنسىپلار توغرىسىدا "الإرشاد" «ئەلئىرشاد» ناملىق كىتابى، ئۇسۇلى فىقھى ھەققىدە "الورقات" «ئەلۋەرەقات» ناملىق كىتابى بار.

الجويني (علاء الدين عطا ملك): (جۇۋەينى، ئەلائۇددىن ئەتا مەلىك) (ھ 623ـ682 / م 1226ـ1283). پارس تارىخچىسى. 1259ـيىلى ھىلاكۇ ئۇنى ئىراق ۋە خۇزىستانغا ۋالىي قىلغان. ئۇنىڭ موغۇل ۋە خارەزىم پادىشاھلىرى توغرىسىدا «تارىخى جاھانگۇشاي» ناملىق كىتابى بار. ئۇ ئالىم ۋە ئەدىبلەرنى قوللىغان، دېھقانچىلىق ۋە سۇ ئىنشائات ئىشلىرىغا ئەھمىيەت بەرگەن.

جيزان: (جىيزان) قىزىل دېڭىز بويىغا جايلاشقان شەھەر، ئۇ سەئۇدىي ئەرەبىستاننىڭ غەربىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ.

الجيزة: (جىيزە). مىسىردىكى بىر شەھەر، جىيزە رايونىنىڭ مەركىزى. بۇ جاي نىل دەرياسىنىڭ غەربىي ساھىلىغا، قاھىرەنىڭ غەربىي جەنۇبىغا ــ ئەھراملارغا يېقىن جايغا جايلاشقان.

الجيم: (جىيم). ئەبۇ ئەمرششەيبانى (ھ ?ـ205 / م ?ـ821). تۈزگەن لۇغەت بولۇپ، سۆزلەرنىڭ باش ھەرپى بويىچە رەتلەنگەن.

# ح

حاتم الطائي: (ھاتەم تائىي) (م ?ـ605). جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن شائىر. ئۇ سېخىيلىقتا مەشھۇر بولۇپ، تەمسىلگە ئايلانغان. سېخىي كىشىلەرگە «ھاتەمدىنمۇ سېخىي ئىكەن» دېيىلىدىغان بولغان. ئۇنىڭ بىر شېئىر دىۋانى بار.

حاجي خليفة: (ھاجى خەلىيفە) (ھ 1017ـ1068 / م 1608ـ1657). تۈركلەردىن چىققان ئېنسىكلوپېدىك ئالىم، قۇستەنتىيىدە تۇغۇلغان. ئۇنىڭ "كشف الظنون عن أسامي الكتب والفنون" «كەشفۇززۇنۇن ئەن ئۇسامىل كۇتۇبى ۋەلفۇنۇن» (ئەسەرلەر كاتولوگىدىكى شۈبھىلەرنى ئېچىپ تاشلاش) ناملىق چوڭ ھەجىملىك بىر ئەسىرى بار. بۇ ئەسەردە تەخمىنەن 15 مىڭچە ئەرەبچە كىتابنىڭ نامى خاتىرىلەنگەن.

الحارث بن أسد المحاسبي: (ھارىس ئىبنى ئەسەدىل مەھاسىبى) (ھ ?ـ243 / م ?ـ857). مەشھۇر تەرىقەتچى، كالامشۇناس، فەقىھ، مۇھەددىس. بەسرەدە ياشاپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ زاھىدلىق ۋە مۇئتەزىلىلەرگە رەددىيە بېرىش توغرىسىدا يازغان بىرقانچە پارچە ئەسىرى بار. ئۇنىڭ يەنە "التفكر والاعتبار" «ئەتتەفەككۇر ۋەلئىئتىبار»، ئەدەپ ـ ئەخلاق توغرىسىدا "الرعاية" «ئەررىئايە» ۋە " و"شرح المعرفة" «شەرھۇل مەئرىفە» ناملىق كىتابلىرى بار.

الحارث بن حِلِّزة اليَشْكُري: (ھارىس ئىبنى ھىللىزەتىل يەشكۇرىي) (تەخمىنەن م ?ـ580). جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن شائىر. كەئبىگە ئېسىلغان قەسىدىلەر ئىچىدە بۇ كىشىنىڭمۇ قەسىدىسى بار ئىدى. بۇ كىشى ماختانچاقلىقتا تەمسىلگە ئايلانغان. ئۇنىڭ بىر شېئىر توپلىمى بار.

الحارث بن كلدة: (ھارىس ئىبنى كەلدە) (ھ ?ـ50 / م ?ـ670). ئەرەبلەرنىڭ مەشھۇر ھۆكۈماسى، تائىفتىكى سەقەفى قەبىلىسىدىن.

حاطب بن أبي بلتعة: (ھاتەب ئىبنى ئەبۇ بەلتەئ) (ھ ?ـ30 / م ?ـ650). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرلىكتە بارلىق جەڭلەرگە قاتناشقان، مۇقەۋقىسكە رەسۇلۇللاھنىڭ مەكتۇبىنى يەتكۈزگەن ساھابە.

حافظ إبراهيم: (ھاپىز ئىبراھىم) (ھ 1289ـ1351 / م 1872ـ1932). مىسىرلىق شائىر. يېڭى دەۋر شېئىرى گۈللىنىشىنىڭ بايراقدارى. ئۇ نىل شائىرى دەپ ئاتالغان. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى، "ليالي سطيح" «لەيالى سەتىھ» (سەتىھ كېچىلىرى) ناملىق نەسرىي ئەسىرى بار.

حافظ شيرازي: (ھافىز شىرازى) (ھ ?ـ791 / م ?ـ1389). مەشھۇر شائىر، پارس نەسلىدىن بولغان تەرىقەتچى. ئۇنىڭ "ديوان

حافظ" «دىۋانى هافىز» ناملىق كىتابى بار.

الحاكم النيسابوري، محمد بن عبدالله بن محمد بن حمدويه بن نُعيم بن الحكم النيسابوري: (هاكىمۇن نىسابۇرى، مۇهەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى مۇهەممەد ئىبنى هەمدىۋىيە ئىبنى نۇئەيم ئىبنىل هىكەمىننىسابۇرى) (ھ 321ـ405 / م 933ـ1014). هەدىسشۇناس، تارىخشۇناس. نىيشاپۇرغا قازى بولغان، سامانىيلار دۆلىتىگە ئەلچى بولغان، هەدىس ئىلمىدە نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان، "تاريخ نيسابور" «تارىخى نىيشاپۇر»، "المستدرك على الصحيحين" «ئەلمۇستەدرەك ئەلەسسەهىيهەين»، "الإكليل" «ئەلئىكلىل»، "المدخل" «ئەلمەدخەل»... قاتارلىق ئەسەرلىرى كەڭ تارقالغان.

الحاوي: (هاۋى). ئەبۇ بەكرى رازىنىڭ تىبابەت توغرىسىدىكى كىتابى. 1509ـيىلى بۇندۇقىيىدە بېسىلغان. ئۇ مەشھۇر تىبابەت قامۇسى هېسابلىنىدۇ.

الحجاز: (هىجاز). سەئۇدى ئەرەبىستاندىكى بىر ئىقلىم بولۇپ، مەككە مۇكەررەمە، مەدىنە مۇنەۋۋەرە، تائىف، تەبۇك، يەنبۇ ۋە جىددەلەر مۇشۇ رايوننىڭ شەهەرلىرىدۇر.

الحجاج، ابن يوسف بن الحكم الثقفي (أبو محمد): (هەججاج، ئىبنى يۇسۇف ئىبنىل هىكەمىسسەقەفى) (ھ ؟ـ5 / م ؟ـ714). قانخور قوماندانلارنىڭ بىرى، تائىفتا تۇغۇلۇپ ئۆسكەن، كېيىن شامغا بېرىپ ياساۋۇل بولغان، كېيىن خەلىپە ئابدۇلمەلىك تەرىپىدىن قوشۇنغا قوماندان قىلىنىپ تەيىنلەنگەن، هىجازغا قوشۇن تارتىپ بېرىپ، هەزرىتى ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنى ئۆلتۈرگەن، خەلىپە ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋان تەرىپىدىن مەككە، مەدىنە ۋە تائىفقا ۋالىي قىلىپ تەيىنلەنگەن. كېيىن تۇپىلاڭ بېسىقمىغان ئىراقنىمۇ ئۇنىڭ قولىغا تاپشۇرغان. ئۇ توققۇز ئادەم بىلەن تۆگىگە مىنىپ، ئىراققا بېرىپ توپىلاڭنى بېسىقتۇرۇپ، ئىراققا 20 يىل ئەمىر بولغان، كۇفە ۋە بەسرە ئارىلىقىدىكى ۋاسىت شەهىرىنى بىنا قىلغان، تارىختا هەججاج زالىم دەپ نام ئالغان. تۇنجى بولۇپ تەڭگە پۇل سوقتۇرغان، تەڭگىلەردە "لا إلـه إلا الله محمد رسول الله" دەپ يېزىلغان ئىدى. ۋاسىت شەهىرىدە ۋاپات بولغان.

الحُدَيْبِيَةُ: (هۇدەيبىيە). مەككە مۇكەررەمەگە يېقىن جايدىكى بىر ۋادا. بۇ جايدا هىجرىيە 6 (م 621)ـيىلى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بىلەن قۇرەيشلەر ئوتتۇرىسىدا ئۇن يىللىق سۇلهى تۈزۈلگەن. بۇ سۇلهى شۇ جاينىڭ نامى بىلەن ئاتالغان.

الحَدِيد، ابن أبي الحَدِيد: (هەدىد، ئىبنى ئەبىل هەدىد) (ھ 586ـ655 / م 1190ـ1257). مۇئتەزىلىلەر ئېقىمىدىكى مۇتەپەككۇر. ئۇنىڭ "شرح نهج البلاغة" «شەرهۇ نەهجىل بالاغەت»، "الفلك الدائر على المثل السائر" «ئەلفەلەكىۇددائىر ئەلەل مەسەلىسسائىر» (مەشھۇر ماقال-تەمسىللەر) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الحُدَيْدَةُ: (هۇدەيدە). يەمەن جۇمهۇرىيىتىنىڭ قىزىل دېڭىز بويىغا جايلاشقان پورت شەهىرى.

حَذَام: (هەزام). جاهىلىيەتتە زەرقائۇل يەمامە دەپ لەقەبلەنگەن ئايال. ئۇ كۆزى ئۆتكۈرلۈكتە مەسەل قىلىناتتى.

حُذَيْفَةُ بن اليمان: (ھۇزەيفە ئىبنى يەمان) (ھ ؟-36 / م ؟-656). ساھابە، فەتھى ھەربكتىدە ئاجايىپ قەھرىمانلىق كۆرسەتكەن. مەدائىندا ۋاپات بولغان.

حِراءٌ: (ھىرا). مەككىگە يېقىن بىر جايدىكى تاغ، بۇ جايدا بىر غار بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇشتىن بۇرۇن شۇ غاردا ئىبادەت قىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تۇنجى قېتىملىق پەيغەمبەرلىك ۋەھيىسى مۇشۇ غاردا كەلگەن.

الحريري، القاسم بن علي: (ھەرىيرى، قاسىم ئىبنى ئەلى) (ھ 446-516 / م 1054-1122). تىلشۇناس، ئەدىب. بۇ كىشىنىڭ بەدىيئۇززامان ھەمەدانىينىڭ ماقاماتىغا تەقلىد قىلىپ يازغان «ماقاماتى ھەرىرى» دەپ ئاتالغان ھېكايە خاراكتېرىنى ئالغان ئەللىك ماقاملىق مەشھۇر بىر كىتابى بار.

حَرُوراء: (ھەرۇرا). كۇفىگە يېقىن بىر جاي، ھەزرىتى ئەلىگە قارشى چىققان بەزى خاۋارىجلار مۇشۇ يەرگە يىغىلغان بولۇپ، ئۇلار ھەرۇرا دەپ ئاتالغان.

حسام الدين العليا بادي: (ھىسامۇددىن ئەليا بادى). پەتىۋاغا ئائىت "كامل الفتاوى" «كاملۇلفەتىۋا»، "مطلع المعاني" «مەتلەئۇل مەئانى» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان. بۇ زات ئۇسۇلشۇناس، فەقىھ، ھەدىسشۇناس ھەم تەپسىرشۇناستۇر. «مەتلەئۇل مەئانى» ناملىق تەپسىر كىتابىنى ھىجرىيە 628-يىلى يېزىشقا باشلىغانلىقى خاتىرىلەنگەن.

حسان بن ثابت: (ھەسسان ئىبنى سابىت) (ھ ؟-55 / م ؟-674). ساھابە، جاھىلىيەت ۋە ئىسلام دەۋرىدە ياشىغان شائىر. مەدىنىدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شائىرى دەپ تەخەللۇسلانغان، ئۇنىڭ بىر توپلىمى نەشر قىلدۇرۇلغان.

الحسن البصري، أبو سعيد الحسن بن أبي الحسن يسار البصري: (ھەسەنىلبەسرى، ئەبۇ سەئىدىل ھەسەن ئىبنى ئەبىل ھەسەن يەسارىل بەسرى) (ھ 21-110 / م 642-728). ئالىم، ساھابە زەيد ئىبنى سابىتنىڭ خىزمەتچىسى، تابىئىنلار زامانىدىكى ئىسلام ئۈممىتىنىڭ ئالىمى. ئۇ مەدىنىدە تۇغۇلۇپ، ھەزرىتى ئەلىنىڭ پەرۋىشىدە چوڭ بولغان. مۇئاۋىيە زامانىدا خۇراسان ۋالىيسىغا كاتىپ بولغان. كېيىن بەسرىگە يەرلەشكەن. ئۇ جۈرئەتلىك ئالىملاردىن بولۇپ، ھەقنى سۆزلەشتە ھېچكىمدىن قورقمىغان. ۋالىيلارنىڭ ئالدىغا بېرىپ، ئۇلارنى ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇپ نەسىھەت قىلغان. ئۇ پاساھەت ۋە دانالىقتا تونۇلغان زات ئىدى. مۇئتەزىلىلەرنىڭ ئاساسچىسى ۋاسىل ئىبنى ئەتا ئۇنىڭ شاگىرتى ئىدى. ئۇنىڭ ھېكمەتلىك سۆزلىرى ۋە ۋەز-نەسىھەتلىرى كەڭ تارقالغان. "فضائل مكة" «فەزائىلۇ مەككە» (مەككىنىڭ پەزىلەتلىرى) دېگەن ئەسىرى بار.

الحسن بن علي بن أبي طالب: (ھەسەن ئىبنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب) (ھ 3-50 / م 624-670). رەسۇلۇللاھنىڭ قىزى (فاتىمە زەھرا)نىڭ ئوغلى. ئۇ ئاتىسى ئەلىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆلتۈرۈلگەندىن كېيىن، خەلىپىلىككە سايلانغان بولسىمۇ، تىنچلىقنى نەزەردە تۇتۇپ خەلىپىلىكنى مۇئاۋىيىگە ئۆتكۈزۈپ بەرگەن. ئۇ شىئە ئىمامىيە پىرقىسىدىكىلەرنىڭ ئىككىنچى ئىمامى.

حسن بن محمد بن حسن الصاغاني:

(ھەسەن ئىبنى مۇھەممەد ساغانى) (ھ 577 ـ ؟ / م 1182 ـ ؟). ساغان (مەرۋىدىكى بىر يۇرت) لىق بولۇپ، ئىلىمنىڭ ھەرقايسى تۈرلىرىدە يېتىلگەن زات بولۇش بىلەن بىللە، تىلشۇناسلىقتا تېخىمۇ يۇقىرى سەۋىيىگە ئىگە ئىدى. بۇ زات ھەدىس ھەققىدە "مشارق الأنوار" «مەشارىقۇل ئەنۋار» (نۇرلار مەنبەسى)، "مصباح الدجى" «مىسباھۇددۇجا» (زۇلمەت چىرىغى)، "شرح صحيح البخاري" «شەرھى سەھىھۇل بۇخارى» (سەھىھۇلبۇخارى شەرھى) ناملىق كىتابلارنى يازغان. ئۇ لۇغەت ساھەسىدە "عباب" «ئۇباب» ۋە "شوارد" «شەۋارىد» (قىيىن سۆزلەر)، "مجمع البحرين" «مەجمەئۇل بەھرەين»، "تكملة الصحاح" «تەكمىلەتۇسسىھاھ» ناملىق مەشھۇر لۇغەتلەرنى تۈزگەن. بۇ زاتنىڭ ئەسەرلىرى لۇغەتچىلىك ساھەسىدە نوپۇزلۇق ئەسەرلەردۇر.

حسن بن منصور بن محمود فخر الدين قاضي خان: (ھەسەن ئىبنى مەنسۇر مەھمۇد فەخرۇددىن قازىخان) (ھ ؟ ـ 592 / م ؟ ـ 1196). پەرغانىلىق. دېڭىز كەبى كەڭ ۋە چوڭقۇر بىلىمگە ئىگە ئالىم، ھەنەفىي مەزھىپىدىكى بۈيۈك فەقىھ، پېشۋا. "فتواي قاضي خان" «فەتىۋايى قازىخان» ناملىق تۆت جىلدلىق مەشھۇر پەتىۋا كىتابىنىڭ مۇئەللىپىدۇر. بۇ كىتاب ئۆلىمالارنىڭ نەزىرىدە نوپۇزلۇق ئەسەردۇر. ئۇنىڭ يەنە "واقعات" «ۋاقىئات»، "أمالي" «ئامالى»، "شرح الزيادات" «شەرھۇززىيادات»، "شرح الجامع الصغير" «شەرھى جامىئۇسسەغىر»، "شرح أدب القضاء" «شەرھى ئەدەبۇل قەزا» ناملىق ئەسەرلىرى بار. ئەللامە ئەھمەد ئىبنى كامال بۇ زاتنى فىقھى مەسىلىلىرىدە مۇجتەھىدلىك دەرىجىسىگە يەتكەن دەپ تەرىپلەيدۇ.

حسن چلفي بن محمد شاه بن شمس الدين: (ھەسەن چەلەفىي ئىبنى مۇھەممەد شاھ ئىبنى شەمسىددىن). ئىلىمنىڭ ھەرقايسى تۈرلىرىدە يېتىشكەن ئەللامە بولۇپ، سۇلتان مۇھەممەد خان دەۋرىدە ئەزنىق مەدرىسىسىگە، ئاندىن كېيىن سەككىز مەدرىسىنىڭ بىرىگە مۇدەررىس بولغان. "حواشي التلويح" «ھەۋاشى تەلۋىھ»نى يېزىپ سۇلتان بايەزىدخانغا تەقدىم قىلغان. بۇنىڭدىن باشقا "حواشي شرح تلخيص المعاني" «ھەۋاشى شەرھى تەلخىسىل مەئانى»، "شرح المطول" «شەرھۇل مۇتەۋۋەل»، "شرح المواقف" «شەرھۇل مەۋاقىف» قاتارلىق كىتابلارغا ھاشىيە يازغان. شۇنداقلا "تفسير البيضاوي" «تەفسىرۇل بەيزاۋىي»غا ھاشىيە يازغان. ئۇنىڭ يازغان ئەسەرلىرى چوڭقۇر تەتقىقات خاراكتېرىگە ئىگە.

الحَسَنِيُّونَ: (ھەسەنىيۇن) ئىمام ھەسەن ئىبنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبنىڭ نەسەبىگە تەۋە كىشىلەر.

الحسينُ بنُ عَليٍّ بن أبي طالب: (ھۈسەيىن ئىبنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب) (ھ ؟ ـ 61 / م ؟ ـ 680). ئىمام ئەلىنىڭ فاتىمە زەھرادىن تۇغۇلغان ئىككىنچى ئوغلى. ئۇ يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيىگە بەيئەت قىلىشتىن باش تارتقان، كۇفىلىقلار ھۈسەيىن ئىبنى ئەلىنى ئوتتۇرىغا چىقىرىپ، ئۇنىڭغا بەيئەت قىلغان. ھۈسەيىن ئىبنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبنى يەزىدنىڭ قوشۇنى ئۆلتۈرۈپ بېشىنى دەمەشىقتىكى يەزىدكە ئەۋەتكەن، جەسىتى كەربالادا دەپنە قىلىنغان.

الحسين بن علي: (ھۈسەيىن ئىبنى ئەلى) (ھ 1273 ـ 1350 / م 1856 ـ 1931). مىلادىيە

1906 ـ 1916 ـ يىللاردا مەككە ۋە ھىجازنىڭ خوجىسى بولۇۋالغان ۋە ئەرەبلەرنىڭ تۈركلەرگە قارشى قوزغىلىڭىغا باشلامچىلىق قىلغان. ئۆزىنى ھىجازنىڭ پادىشاھى دەپ ئېلان قىلغان. ئىبنى سۇئۇد ھىجرىيە 1343 (م 1924) ـ يىلى ئۇنى ھىجازدىن ۋاز كېچىشكە قىستىغان.

الحَشّاشون: (ھەششاشىيۇن). شىئە ئىسمائىلىيە پىرقىسى. ئۇنى ھەسەن ئىبنى سەباھ (ھ ؟ ـ 518 / م ؟ ـ 1124) بەرپا قىلغان.

الحصكفي (علاء الدين محمد): (ھەسكەفىي، ئەلائۇددىن مۇھەممەد) (ھ ؟ ـ 1088 / م ؟ ـ 1677). دەمەشقلىق ھەنەفى مەزھىپىدىكى فەقىھ. ئۇ نەسەفىينىڭ "المنار" «ئەلمەنار» ناملىق كىتابىغا "إفاضة الأنوار على أصول المنار" «ئىفازەتۇل ئەنۋار ئەلا ئۇسۇلىل مەنار» ناملىق شەرھنى يازغان ۋە «تەنۋىر ئەبسار» ناملىق كىتابىنىڭ شەرھى "الدر المختار في شرح تنوير الأبصار" «ئەددۇررۇل مۇختار فى شەرھى تەنۋىرىل ئەبسار» (تاللانغان مەرۋايىت) ناملىق كىتابلارنى يازغان.

حَضْرَمَوْت: (ھەزرەمەۋت) ئەدەن قولتۇقى ۋە يەمەن خەلق جۇمھۇرىيىتىنىڭ شەرقى، ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ جەنۇبىدىكى ئوممان دېڭىزى بويىغا جايلاشقان رايون بولۇپ، مەركىزى مىكەللا.

الحُطَيْئَةُ، جرول بن أوس: (ھۇتەيئە، جەرۋەل ئىبنى ئەۋس) (ھ ؟ ـ 59 / م ؟ ـ 678). جاھىلىيەت ۋە ئىسلام دەۋرىدە ياشىغان شائىر، ھەجۋىي شېئىرلىرى بىلەن شۆھرەت قازانغان. بىر شېئىرلار توپلىمى نەشر قىلدۇرۇلغان.

حفص، حفص بن سليمان بن المغيرة أبو عمر الأسدي الكوفي: (ھەفس، ھەفس ئىبنى سۇلەيمان ئىبنى مۇغىرە، ئەبۇ ئۇمەرىل ئەسەدىل كۇفى) (ھ 90 ـ 180 / م 709 ـ 796). قىرائەت ئىلمىگە ئاساس سالغۇچىلاردىن بىرى، قىرائىتى جاھانغا مەشھۇر. ئۇ ئاتاقلىق قارى ئاسىمنىڭ ئايالىنىڭ ئوغلى بولۇپ، ئۇنىڭ تەربىيىسىدە ئۆسكەن، ئۇنىڭدىن قىرائەت ئۆگەنگەن. ھازىرغا قەدەر پۈتۈن مەشرىقتىكى مۇسۇلمانلار ھەفسنىڭ ئاسىمدىن ئۆگەنگەن قىرائىتى بويىچە قۇرئان ئوقۇيدۇ.

حَفْصَةُ، بنت عمر بن الخطاب: (ھەفسە بىنتى ئۇمەر ئىبنى خەتتاب) (ھ ؟ ـ 45 /؟ ـ 665م). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىنىڭ بىرى. ئۇمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قىزى. مەككىدە تۇغۇلۇپ، مەدىنىدە ۋاپات بولغان. ئىمام مۇسلىم ۋە ئىمام بۇخارى ئۇنىڭدىن ئاتمىش ھەدىس رىۋايەت قىلغان. قۇرئان كەرىمنىڭ ئوسمانىي نۇسخىسىنى توپلاشتا ئۇنىڭ يېزىپ توپلىغانلىرى ئاساس قىلىنغان.

الحَفْصِيُّون (أو بنو حفص) : (ھەفسىيۇن، بەنۇ ھەفسى). ھىجرىيە 627 ـ 982 (م 1229 ـ 1574) ـ يىللىرى تۇنىس، شەرقىي جەزائىر ۋە غەربىي ترابلوسقا ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن بەربەر ـ يىلەر سۇلالىسى. بۇ سۇلالە مۇۋەھھىدىنلار سۇلالىسىنىڭ بىر تارمىقى بولۇپ، تۇنىسنى پايتەخت قىلغان. ئۇلارنىڭ دەۋرىدە تۇنىس راسا گۈللەنگەنىدى.

حفني ناصف: (ھىفنى ناسىف) (ھ 1277 ـ 1338 / م 1860 ـ 1919). مىسىرلىق ئەدىب. ئۇنىڭ "تاريخ الأدب" «تارىخۇل ئەدەب» (ئەدەبىيات تارىخى) ناملىق كىتابى

ۋە "ديوان شعر" «دىۋانى شېئىر» ناملىق بىر شېئىرىي دىۋانى بار.

حقي (الشيخ إسماعيل): (ھەققى، شەيخ ئىسمائىل) (ھ 1063 ـ 1138 / م 1652 ـ 1725). ئوسمانىيلار دەۋرىدە ئۆتكەن ئالىم، شائىر، داڭلىق تەرىقەتچى. شەرقنى ئايلىنىپ، بورسادا تۇرۇپ قالغان ۋە جولۇتىيە تەرىقىتىنىڭ پېشۋاسى بولغان. ئۇنىڭ نۇرغۇنلىغان ئەسەرلىرى بار. قۇرئان كەرىم تەپسىرى "روح البيان" «روھۇل بايان»، جالالىدىن رۇمىنىڭ كىتابىنىڭ شەرھى "روح المثنوي" «روھۇل مەسنىۋى»، "فرح الروح" «فەرھۇررۇھ» (روھ خۇشاللىقى) ۋە "سلسلة طريقة جلواتية" «سىلسىلەتۇ تەرىقەتى جولۋاتىيە» (جولۋاتىيە تەرىقىتى) ناملىق كىتابلار ئۇنىڭ ئەسەرلىرىدىندۇر.

الحلاّج، الحسين بن منصور: (ھەللاج، ھۈسەيىن ئىبنى مەنسۇر) (ھ 244 ـ 310 / م 858 ـ 924). مەشھۇر تەسەۋۋۇپچى. زىندىقلىق ۋە ھۇلۇل (بىر قىسىم ئەھلى تەسەۋۋۇپنىڭ قارىشى بولۇپ، بۇنىڭدا ئاللاھقا يېقىنلىشىپ ۋايىغا يەتكەن ئىنسان ئاللاھ بىلەن بىرلىشىپ بىر گەۋدە بولۇپ كېتىدۇ، دەپ قارايدىغان بىر خىل ئىدىيە) قارىشىدا بولدى دەپ قارىلىپ ئۆلۈم جازاسىغا ھۆكۈم قىلىنغان. ئۇنىڭ نۇرغۇن ئەسەرلىرى بولۇپ، پەقەت «تاۋاسىن» ناملىق بىر ئەسىرىلا كېيىنكىلەرگە يېتىپ كەلگەن.

حلْف الفُضول: (ھىلفۇل فۇزۇل). خەيرىيەت ئويۇشمىسى. بۇ ئويۇشما جاھىلىيەت دەۋرىدە قۇرەيش قەبىلىسىدىكى بىرقانچە جەمەت ئوتتۇرىسىدا قۇرۇلغان بولۇپ، مەزلۇم خەلقلەرگە ياردەم بېرىش ۋە ئۆز ئارا مېھىر ـ شەپقەت يەتكۈزۈشكە ئەھدۇپەيمان تۈزۈشكەن.

الخُلَفاء: (ھۇلەفا). ئىككىنچى دۇنيا ئۇرۇشىدىكى ئوق مەركىزى دۆلەتلىرى. بۇلار گېرمانىيە، ئىتالىيە ۋە ياپونىيىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئەنگلىيە، فرانسىيە، ئامېرىكا ۋە سوۋېت ئىتتىپاقىدىن ئىبارەت ئىتتىپاقداش دۆلەتلەرگە قارشى ئىتتىپاق تۈزگەن.

حَلِيمَةُ: (ھەلىمە). غەساسىنە پادىشاھى ھارىسىل ئەكبەرنىڭ قىزى. جاھىلىيەتتىكى مەشھۇر بىر كۈن «ھەلىمە كۈنى» دەپ شۇ ئايالنىڭ نامى بىلەن ئاتىلاتتى. بۇ مىلادىيە 554 ـ يىلىدىكى بىر ۋەقەگە مۇناسىۋەتلىك بولۇپ، بۇ ۋەقەدە غەساسىنىلەر خەيمىيىنلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلغان.

حَلِيمَةُ السَّعدية: (ھەلىمە سەئدىيە). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىنىكئانىسى، بەنى سەئد ئىبنى بەكرى قەبىلىسىدىن ئىدى. ئۇنىڭغا دەۋەت يەتكۈزۈلگەندىن كېيىن، ئېرى بىلەن كېلىپ مۇسۇلمان بولغان.

الحَمَاسَةُ: (ھەماسە). قەھرىمانلىقتا دائىر ئەرەب شېئىرلىرىنىڭ ئەڭ مەشھۇرلىرى توپلانغان بىرقانچە كىتابنىڭ ئورتاق نامى. ئۇنىڭ ئەڭ مەشھۇرلىرى: ئەبۇ تەممامنىڭ ھەماسىيىسى، بۇھتۇرىينىڭ ھەماسىيىسى ۋە ئىبنى شەجەرىينىڭ ھەماسىيىسىدۇر.

حَمَاةُ: (ھەمات). سۈرىيىنىڭ غەربىي شىمالىدىكى ئاسىي دەرياسى بويىغا جايلاشقان شەھەر. ھەمات رايونىنىڭ مەركىزى، بۇ شەھەر ئەبۇلپىدا شەھىرى دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

الحَمْدانيُّ، علي بن عبد الله سيف الدولة: (ھەمدانى ئەلى ئىبنى ئابدۇللاھ

سەيفۇددەۋلە)، (ھ 303 ـ 357 / م 915 ـ 967) بىزانتىيە ئۇرۇشىدا ھەلەبتە ھەمدانىيلارغا ئەمىر بولغان. ئۇنىڭ دەۋرىدە ئىلىم-پەن تازا گۈللەنگەن. مۇتەنەببىي، ئەبۇ فىراسىل ھەمەدانىي ۋە پەيلاسوپ فارابىلار ئۇنىڭ ھوزۇرىدا يېتىلگەنىدى.

الحَمْدانيُّون: (ھەمدانىيون). ئەلەۋىي ئەرەب سۇلالىسى. بۇ سۇلالىنى ھەمدان ئىبنى ھەمدۇن قۇرغان. ھىجرىيە 279 (م 892)- يىلى مارىدىيننى ئۆزىگە مەركەز قىلغان. كېيىن ھەلەبنى پايتەخت قىلىۋالغان. ھىجرىيە 381 ـ يىلى (مىلادىيە 991 ـ يىلى) فاتىمىيلار تەرىپىدىن ئاغدۇرۇۋېتىلگەن.

حمزة بن حبيب (أبو عمارة): (ھەمزە ئىبنى ھەبىب، ئەبۇ ئەممارە) (ھ ?ـ 156 / م ?ـ 773). مەشھۇر ئۇن قارىينىڭ بىرى. ئۇ كۇفىدىن ئىراقتىكى ھەلۋان دېگەن يەرگە ياغ يۆتكەيدىغانلىقى ئۈچۈن "الزيات" «ئەززەييات» (ياغچى) دەپ ئاتالغان. ھەلۋاندا ۋاپات بولغان.

الحَمْراء: (ھەمرا). ئەندەلۇسنىڭ غەرناتە دېگەن جايىدىكى بەنى ئەھمەر ئەمىرلىرىدىن بىرىنىڭ قەسرى. ئۇ مىلادىيە 13 ـ ئەسىردە سېلىنغان. ئۇ ئىسلام بىناكارلىق سەنئىتىنىڭ مۆجىزە خاراكتېرلىك ئاجايىباتلىرىدىن دەپ قارىلىدۇ.

حمزة بن عبد المطلب: (ھەمزە ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىب) (ھ ?ـ 3 / م ?ـ 625). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى، ئۇھۇدتاقلا ئېمىلداش قېرىندىشى. بەدرى غازىتىدا شېھىت بولغان.

حمزة القرماني: (ھەمزە قەرەمانى) (ھ ?ـ 871 / م ?ـ 1466). دىنى ئىلىملاردا ئەتراپلىق مەلۇماتقا ئىگە زات بولۇپ، پۈتۈن ھاياتىنى ئوقۇ-ئوقۇتۇش ۋە پەتىۋا بېرىش بىلەن ئۆتكۈزگەن. ئۇنىڭ "تفسير البيضاوي" «تەفسىرۇل بەيزاۋى»غا يازغان بىر ھاشىيىسى بولۇپ، ئۆلىمالار ئىچىدە ئالقىشقا ئېرىشكەن.

حَمَّادٌ: الراوية، ابن أبي ليلى: (ھەممادە، راۋى ئىبنى ئەبۇ لەيلا) (ھ ?ـ 156 / م ?ـ 772). مەشھۇر ھېكايە يازغۇچىسى. كۇفىدە تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. جاھىلىيەتتىكى مۇئەللىقات شېئىرلىرىنى توپلىغان.

حَمورابي: (خامۇرابى) (مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 1792 ـ 1750). بابىل ئىمپېراتورلۇقى پادىشاھلىرىنىڭ كاتتىسى. دۇنيادا ئىجتىمائىي، ئىقتىسادىي ۋە قانۇنى رەتكە سېلىش تۈزۈمىنى تۇنجى بولۇپ تۈزۈپ چىققان.

حميد الدين بن أفضل الدين: (ھەمىدۇددىن ئىبنى ئەفزەلۇددىن) (ھ ?ـ 908 / م ?ـ 1502). ئەقلىي ۋە نەقلىي بىلىملەرنى پۇختا ئىگىلىگەن پازىل ئۆلىما. بورسا شەھرىدە، كېيىن ئوسمانىيە خەلىپىلىكى دەۋرىدە قۇرۇلغان مەشھۇر سەككىز مەدرىسىنىڭ بىرىدە مۇدەررىس بولغان. سۇلتان مۇھەممەد خان ئۇنى قۇستەنتىيە شەھرىنىڭ قازىلىقىغا تەيىنلىگەن. ئۇنىڭ "طوالع" «تەۋالىئ» ناملىق كىتابقا يازغان ھاشىيىسى ۋە "هداية" «ھىدايە»گە يازغان ھاشىيىسى بار.

حِمْيَرُ: (ھىمىيەر). قەدىمكى ئەرەب قەبىلىسى. ئۇلار يەمەندە ئولتۇراقلاشقان. سەبەئ دۆلىتى مۇنقەرىز بولغاندىن كېيىن زور بىر دۆلەت قۇرۇپ چىققان. ھەبەشلەرنى يەمەندىن قوغلىۋەتكەن. سەيپ ئىبنى

زىيەزىن ئۇلارنىڭ كۆزگە كۆرۈنگەن پادىشاھىدۇر.

حَنْبَلٌ، الإمام أحمد بن حنبل: (ھەنبەل، ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل) (ھ 164 ـ 241 / م 780 ـ 855). فەقىھ، مۇھەددىس، كالامشۇناس. سۈننىي مەزھەپكە تەۋە تۆت چوڭ تارماقنىڭ بىرى بولغان ھەنبەلىيە مەزھىپىنىڭ ئاساسچىسى. ئۇ "المسند" «ئەلمۇسنەد» ناملىق ئوتتۇز مىڭدىن كۆپرەك ھەدىسنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر توپلام تۈزگەن. ئەقلىيىچىلەرگە قارشى تۇرغان. «قۇرئان مەخلۇق» دېگەن مەسىلىدە مۇئتەزىلىلەرنىڭ پىكرىگە قارشى چىقىپ، دەسلەپتە خەلىپە مەئمۇن، كېيىن مۇئتەسىم دەۋرىدە باغدادتا زىندانغا تاشلىنىپ ئازاب ـ ئوقۇبەتلەرگە دۇچار بولغان. كېيىنچە مۇتەۋەككىل ئۇنى قويۇپ بەرگەن.

الحنفية، محمد بن عليّ بن أبي طالب الهاشمي، القرشي (أبو القاسم): (مۇھەممەد ئىبنىلھەنەفىيە، مۇھەممەد ئىبنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبىل ھاشىمىل قۇرەشى، ئەبۇلقاسىم) (ھ 21 ـ 81 / م 642 ـ 700). ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپنىڭ ئايالى خەۋلە بىنتى جەئفەرىلھەنەفىيەدىن تۇغۇلغان ئوغلى. ھەزرىتى ھەسەن ۋە ھۈسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالارنىڭ ئاتا باشقا بىر تۇغقىنى. ئۇ: «ھەسەن بىلەن ھۈسەيىن مەندىن ئەۋزەلرەك، لېكىن مەن ئۇلاردىن بىلىملىكرەك» دېيىتتى. ئىسلامنىڭ دەسلەپكى دەۋرىدە تونۇلغان قەھرىمانلارنىڭ بىرى بولۇپ، بىلىمى، تەقۋادارلىقى ۋە تىنچلىق سۆيەرلىكى بىلەن تونۇلغان. ئەلەۋىي خانلىقىنىڭ قوللىغۇچىلىرى ھەسەن ۋە ھۈسەيىنلەرنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن بۇ زاتنى خەلىپە دەپ بەيئەت قىلغان. بۇ زات مەدىنىدە ماكانلاشقان ۋە شۇ يەردە ۋاپات بولغان.

حنيفة، أبو حنيفة، نعمان بن ثابت: (ھەنىفە، ئەبۇ ھەنىفە، ئىمام ئەزەم. نۇئمان ئىبنى سابىت ئىبنى زوتى) (ھ 80 ـ 150 / م 699 ـ 767). فەقىھ. ئىسلام دىنىدىكى تۆت مەزھەپنىڭ بىرى بولغان ھەنەفىي مەزھىپىنىڭ ئاساسچىسى. ئۇمەۋىيىلەر خەلىپىسى ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋان دەۋرىدە كۇفىدە تۇغۇلغان. ھاياتىنىڭ كۆپ قىسمىنى شۇ جايدا ئۆتكۈزگەن. باغدادتا ۋاپات بولغان. ئەبۇ ھەنىفە تابىئىنلاردىن بولۇپ، ئەنەس ئىبنى مالىك، ئابدۇللاھ ئىبنى ئەۋف، سەھل ئىبنى سەئد سائىدى، ئامىر ئىبنى ۋائىلە قاتارلىق ساھابىلەر بىلەن يۈز كۆرۈشكەن ۋە ئۇلاردىن ھەدىس رىۋايەت قىلغان. ئىمام ئەزەم كاتتا فەقىھ، زور ئالىم ۋە ماھىر ناتىق بولۇپ، ھەرقانداق قىيىن فىقھى مەسىلىلەرنى كۈچلۈك دەلىل پاكىتلار بىلەن بىر تەرەپ قىلاتتى. ئاۋۋال قۇرئان، ئاندىن رەسۇلۇللاھنىڭ ھەدىسلىرى، ئاندىن ساھابىلەرنىڭ سۆز ـ ھەرىكەتلىرى، ئاندىن ئىجماد، قىياسلارغا ئاساسلىناتتى. ئىمام ئەزەم فىقھى مەسىلىلىرى ھەققىدە نۇرغۇن ئەسەر يازغان بولسىمۇ، ئەپسۇسلىنارلىقى بىزنىڭ دەۋرىمىزگە يېتىپ كېلەلمىگەن. تارىخشۇناسلار ئۇنىڭ "العلم والتعليم" «ئەلئىلمۇ ۋەتتەئلىيم» (ئىلىم ۋە ئۆگىنىش)، "كتاب الرد على القدرية" «كىتابۇررەددى ئەلەلقەدەرىيە» (قەدرىيەلەرگە رەددىيە)، "الفقه الأكبر" «ئەلفىقھۇل ئەكبەر» (چوڭ فىقھى) قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. شۇنداقلا مۇھەممەد ئىبنى مەھمۇد خارەزمى ئىمام ئەبۇ ھەنىفە رىۋايەت قىلغان بارلىق ھەدىسلەرنى "المسند" «ئەلمۇسنەد» نامىدا 800 بەتلىك بىر توپلام قىلىپ چىققان

بولۇپ، ھىجرىيە 1326-يىلى مىسىردا نەشر قىلىنغان. ئىمام ئەبۇ يۇسۇف ۋە ئىمام مۇھەممەد ئىبنى ھەسەن شەيبانى، زۇفەر ئىبنى ھۇزەيللەر ئىمام ئەزەمنىڭ ئەڭ مەشھۇر شاگىرتلىرىدۇر. ئىمام ئەبۇ يۇسۇفنىڭ "كتاب الاثار" «كىتابۇل ئاسار»، مۇھەممەد ئىبنى ھەسەننىڭ "الآثار" «ئەلئاسار» ناملىق كىتابلىرىدا ئىمام ئەزەمنىڭ فىقھى پەتىۋالىرى ۋە خەۋەرلىرى خاتىرىلەنگەن.

حُنَيْنٌ: (ھۇنەين). مەككە بىلەن تائىف ئارىسىدىكى بىر ۋادا، بۇ يەردە مۇسۇلمانلار بىلەن مۇشرىكلار ئارىسىدا جەڭ بولغان. بۇ جەڭ مۇسۇلمانلارنىڭ غەلىبىسى بىلەن ئاخىرلاشقان.

حنين، ابن إسحاق: (ھۇنەين، ئىبنى ئىسھاق) (ھ 193-260 / م 808-873). تېۋىپ، تارىخشۇناس، تەرجىمان. ھىيەرەدە تۇغۇلغان. ئابباسىيلار دەۋرىدە باغدادتىكى «بەيتۇل ھىكمەت» كۇتۇپخانىسىنىڭ مەسئۇلى بولغان. "الأغذية" «ئەلئەغزىيە» (ئوزۇقلىنىش)، "المدخل في الطب" «ئەلمەدخەل فىتتىب» (ئىلمى تېبابەتتىن دەسلەپكى ساۋات) قاتارلىقلار ئۇنىڭ مۇھىم ئەسەرلىرىدىندۇر.

حَوَّاءُ: (ھەۋۋا). ئىنسانلارنىڭ ئانىسى، ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى. قابىل ۋە ھابىلنى تۇغقان.

الحِيرةُ: (ھىيەرە). ئىراقنىڭ كۇفىگە يېقىن بىر شەھىرى. بۇ جاي لەخمىيىلار پادىشاھلىقىنىڭ پايتەختى بولغان ۋە راسا گۈللەنگەن. بۇ شەھەر دۆلەتنىڭ سىياسىي، ھەربىي، ئىدېئولوگىيە ۋە بۈيۈك مەدەنىيەت مەركىزى ئىدى.

حياة الحيوان: (ھاياتۇل ھەيەۋان). مۇھەممەد دېمىيەرى يازغان ھايۋاناتلار توغرىسىدىكى كىتاب. ئەرەب ئەدەبىياتى تارىخىدا مۇشۇ ساھەدە يېزىلغان تۇنجى كىتاب. بۇ كىتاب ئەرەب ئەدەبىياتىغا دائىر كۆپلىگەن مەزمۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

حَيَّانٌ، أبو حيان التوحيدي، علي بن محمد: (ئەبۇ ھەييان تەۋھىدى، ئەلى ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ?-400 / م ?-1010). ئەدىب، يازغۇچى، ئەھلى تەسەۋۋۇپ. مۇئتەزىلە ئېقىمىدىكى پەيلاسوپ. يېزىقچىلىقتا ئۆزگىچە ئۇسلۇبقا ئىگە ئىدى. "الإمتاع والمؤانسة" «ئەلئىمتىنائ ۋەلمۇئانەسە» (مەنىپەئەت ۋە ئۈلپەت)، "المقابسات" «ئەلمۇقابىسات» (تەرمىلەر) ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئەسەرلىرىدۇر.

# خ

خارجة بن زيد: (خارىجە ئىبنى زەيىد) (ھ ?ـ 99 / م ?ـ 717). تابىئىنلارنىڭ چوڭلىرىدىن بولۇپ، مەشھۇر يەتتە فەقىھنىڭ بىرى.

الخَازِنُ، عبد الرحمن المنصور أبو الفتح: (خازىن، ئابدۇراھمان مەنسۇر ئەبۇلفەتھى) (ھ ?ـ 550 / م ?ـ 1155). فىزىكا، ئاسترونومىيە، گېئومېتىرىيە ئالىمى. سۇ ۋە ھاۋادىكى نەرسىلەرنىڭ ئېغىرلىقىنى ئۆلچەيدىغان تارازىنى كەشىپ قىلغان. "الزيج المعتبر السنجري" «ئەززەيجۇلمۇئتەبەر-سىسەنجەرىي» (ئاسترونومىيىلىك كالېندار)، "ميزان الحكمة" «مىزانۇل ھېكمە» (ھېكمەت تارازىسى) ناملىق كىتابلارنى يازغان. ئۇ ناھايىتى زاھىد، ئەخلاقلىق كىشى ئىدى.

الخَازِنُ، علي بن محمد: (خازىن ئەلى ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ?ـ 741 / م ?ـ 1341). شافىئىي مەزھىپىدىكى تەپسىرشۇناس، مۇھەددىس. باغدادتا تۇغۇلۇپ، ھەلەبتە ۋاپات بولغان. ئۇ خازىن نامى بىلەن مەشھۇر بولغان "لباب التأويل في معاني التنزيل" «لۇبابۇتتائۋىل فى مەئانىتتەنزىل» ناملىق تەپسىرنى يازغان.

خالد بن الوليد بن المغيرة المخزومي: (خالىد ئىبنى ۋەلىد ئىبنى مۇغىيرە مەخزۇمى) (ھ ?ـ 21 / م ?ـ 642). ئەڭ مەشھۇر ئىسلام قوماندانى. ئوھۇد ئۇرۇشىدا مۇسۇلمانلارغا قارشى جەڭ قىلغان. ھۇدەيبىيە سۇلھىسىدىن كېيىن مۇسۇلمان بولۇپ، مۇئتە ئۇرۇشىدا مۇجاھىدلار قاتارىدا ئۇرۇشقا چىققان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا «ئاللاھنىڭ قىلىچى» نامىنى بەرگەن. ئۇ مۇرتەدلەرگە ئۇرۇش ئاچقان، پارسلارنى بويسۇندۇرغان، ئاندىن سۈرىيەنى فەتھى قىلغان ۋە ھىرەقلىكلەر بىلەن سۈلھى تۈزگەن، كېيىن شامغا يۈرۈش قىلىپ، يەرمۇك قاتارلىق نۇرغۇن جەڭلەردە رۇملار ئۈستىدىن غەلىبە قىلغان. ئۇ ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرىدە ۋاپات بولۇپ، ھىمس شەھرىدە دەپنە قىلىنغان.

خالد بن يزيد بن معاوية: (خالىد ئىبنى يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيە) (ھ ?ـ 85 / م ?ـ 704). ئۇمەۋىيلار خەلىپىسى. ئىلىمگە بەك ھېرىسمەن بولغاچقا، ھاكىمىيەت بېشىغا چىقىپ ئۈچ ئايدىن كېيىن خەلىپىلىكنى تاشلاپ مەرىپەت يولىغا كىرگەن. ئۇ تەرجىمە ئىشلىرىغا بەك ئەھمىيەت بەرگەن ۋە تېبابەت، خىمىيە ھەققىدە ئەسەر يازغان.

الخالدي، أحمد: (خالىدى، ئەھمەد) (ھ ?ـ 1035 / م ?ـ 1625). پەلەستىنلىك ئەدىب، تارىخشۇناس. سەفەد دېگەن جايدا تۇغۇلۇپ شۇ يەردە ۋاپات بولغان، ھايات ۋاقتىدا شۇ جاينىڭ قازىسى بولغان.

الخالدي، روحي بن محمد ياسين: (خالىدى، روھىي ئىبنى مۇھەممەد ياسىن) (ھ 1281ـ 1332 / م 1864ـ 1913). پەلەستىنلىك

ئەدىب، تەتقىقاتچى، سىياسىيون. قۇددۇس شەھىرىدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. بۇردودا ئوسمانىيلارنىڭ كونسۇلى بولغان، ئوسمانىيلار قانۇنى ئىلان قىلىنغاندىن كېيىن ئىچىلغان يىغىندا قۇددۇسنىڭ ۋەكىللىكىگە سايلانغان. ئۇنىڭ "علم الأدب عند الافرنج والعرب" «ئىلمۇلئەدەب ئىندەلئىفرەنجى ۋەلئەرەب» (فەرەڭ ۋە ئەرەبلەردە ئىلمى ئەدەبىيات)، "رحلة إلى الأندلس" «رىھلەتۇ ئىلەل ئەندەلۇس» (ئەندەلۇسقا سەپەر)، "المقدمة في المسألة الشرقية" «ئەلمۇقەددىمەتۇ فى مەسئەلەتىششەرقىييە» (شەرق مەسىلىسىگە مۇقەددىمە)، "تاريخ الصهيونية" «تارىخۇسسەھيۇنىيە» (يەھۇدىي قىساسچىلىرىنىڭ تارىخى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الخالديّان: الأخوان سعيد بن هاشم: (خالىدىيان، سەئىد ئىبنى ھاشىم) (ھ ?-371 / م ?-981) ۋە مۇھەممەد ئىبنى ھاشىم (ھ ?-380 / م ?-990). بۇ ئىككىسى قېرىنداش بولۇپ، ھەر ئىككىلىسى ئەدىب، شائىر ئىدى. بۇلار ئىراقتىكى مەۋسىل رايونىنىڭ خالىدىي كەنتىدىن. ئۇلار بىر مەزگىل سەيفۇددەۋلەنىڭ ھىمايىسىدە ياشىغان. ئۇلارنىڭ "حماسة الخالديين" «ھەماسەتۇل خالىدەين» دەپ مەشھۇر بولغان "الأشباه والنظائر" «ئەلئەشباھۇ ۋەننەزائىر»، "أخبار أبي تمام ومحاسن شعره" «ئەخبارۇ ئەبى تەممام ۋە مەھاسىنى شىئرىھى» (ئەبۇ تەمماممنىڭ خەۋەرلىرى ۋە ئۇنىڭ شېئىرلىرىنىڭ بەدىئىي گۈزەللىكلىرى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

خُبَيْبٌ بن عدي: (خۇبەيب ئىبنى ئەدىي) (ھ ?-3 / م ?-625). ئەنسارىي ساھابە، خەزرەج قەبىلىسىدىن. بەدر غازىتىغا قاتناشقان، ئۇرۇشتا مەككە مۇشرىكلىرىدىن ھارىس ئىبنى ئامىر ئىبنى نەۋفەلنى ئۆلتۈرگەن.

الختمية: (خەتمىيە). شازىلىيە تەرىقىتىنىڭ بىر شاخچە ئېقىمى بولۇپ، سۇدانغا تارالغان.

خديجة، بنت خويلد بن أسد: (خەدىچە، خەدىچە بىنتى خۇۋەيلىد ئىبنى ئەسەد) (م 556-620). رەسۇلۇللاھنىڭ تۇنجى ئايالى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئون بەش ياش چوڭ ئىدى. مەككىدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. رەسۇلۇللاھ خەدىچىنىڭ سودا كارۋانلىرى قاتارىدا تىجارەتكە چىقىپ پايدا تېپىپ قايتقان، شۇ ۋاقىتتا رەسۇلۇللاھ يىگىرمە بەش ياشتا ئىدى. شۇ يىلى خەدىچىنى ئەمرىگە ئالغان. رەسۇلۇللاھنىڭ خەدىچىدىن قاسىم، ئابدۇللاھ، زەينەب، رۇقەييە، ئۇممۇ گۈلسۈم ۋە فاتىمەدىن ئىبارەت ئالتە پەرزەنتى بولغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋەھيى نازىل بولۇپ دەۋەت باشلىغاندا، خەدىچە ئەڭ تۇنجى بولۇپ ئىمان ئېيتقان.

خِدَيْوي: (خىدەيۋ). بۇ پارسچە سۆز بولۇپ، پادىشاھ، ۋەزىر دېگەنلىك بولىدۇ. بەزى مۇسۇلمان ھۆكۈمدارلار مۇشۇ نام بىلەن ئاتالغان. ئوسمانىيە خانىدانلىقىنىڭ سۇلتانى سۇلتان ئابدۇلئەزىز تۇنجى بولۇپ بۇ نامنى مىسىر ۋالىيسى ئىسمائىل پاشاغا بەرگەن. كېيىن مۇھەممەد ئەلىي سۇلالىسىدىكى بارلىق ھۆكۈمدارلارغا ئىشلىتىلگەن.

الخراج: (خىراج). مەشھۇر ئىمام ئەبۇ يۇسۇف قازى ئەنسارى (ھ ?-182 / م ?-798) يازغان ئىقتىساد (خىراج) ھەققىدىكى كىتاب. ئاپتور ئۇنى خەلىپە ھارۇن رەشىدنىڭ

بۇيرۇقى بىلەن يېزىپ چىققان. بۇ كىتابتا ئىسلام فىقھىسىنىڭ ئىسلام دىيارىدا ياشاۋاتقان غەيرىي مۇسۇلمانلارغا بەلگىلىگەن تېگىشلىك جىزىيلەر ھەققىدە توختالغان. سۇلەيمان قۇرەشى، قۇدامە ئىبنى جەئفەرلەرمۇ يەنە شۇ مەزمۇندىكى ئەسەرلەرنى يازغان.

خُراسان: (خۇراسان). ئاسىيادىكى قەدىمىي مەملىكەت. ھازىرقى شەرقىي شىمالىي ئىراندىكى نىيشاپۇرنى، شىمالىي ئافغانىستاندىكى ھىرات ۋە بەلخنى، تۈركمەنىستاندىكى مەرۋىنى كۆرسىتىدۇ.

الخراساني، الشيخ محمد كاظم: (خۇراسانى، شەيخ مۇھەممەد كازىم) (ھ 1255 ـ 1330 / م 1839 ـ 1911). جەئفەرىيە مەزھىپىدىكى فەقىھ. خۇراساننىڭ مەشھەدتە تۇغۇلۇپ، نەجەف شەھىرىدە ۋاپات بولغان. ئۆز دەۋرىدىكى شىئەلەرنىڭ پېشۋاسى ئىدى. ئۇنىڭ ئۇسۇلى فىقھى ھەققىدە يازغان "الكفاية" «ئەلكىفايە»، "القوائد الأصولية والفقهية" «ئەلقەۋائىدۇل ئۇسۇلىيەتى ۋەلفىقھىيە» (ئۇسۇلى فىقھى)، "تكملة التبصرة" «تەكمىلەتۇ تەبسىرە» (تەبسىرەگە تولۇقلىما) ناملىق كىتابلىرى بار.

الخراساني، ضحاك بن مزاحم الهلال (أبو القاسم): (خۇراسانى، زەھھاك ئىبنى مۇزاھىمىل ھىلال، ئەبۇلقاسىم) (ھ ؟ ـ 105 / م ؟ ـ 723). خۇراساندا ۋاپات بولغان. تابىئىنلاردىن، مەشھۇر مۇپەسسىر. ئېيتىنشلارغا قارىغاندا، ئۇ مەدرىسىدە مۇدەررىسلىك قىلىۋاتقان مەزگىللەردە 3مىڭ ئوقۇغۇچىسى بولغان. تەپسىر ئەسەر ھەققىدە يازغان.

الخُراشيّ، الخرشي، محمد بن عبد الله: (خۇراشى، مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ ؟ ـ 1101 / م ؟ ـ 1690). مالىكىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ شەيخى ئىدى. ئۇنىڭ مالىكىي فىقھىسى ھەققىدە خەلىلنىڭ "متن" «مەتىن» (تېكىست) نامىلىق كىتابىغا يازغان "الشرح الكبير على متن الخليل" «ئەششەرھۇل كەبىر ئەلا مەتنىل خەلىل» نامىلىق چوڭ شەرھىسى بار.

الخُرْطومُ: (خۇرتۇم). سۇدان دۆلىتىنىڭ پايتەختى. بۇ جاي ئاق دېڭىز ۋە زەڭگەر دېڭىز ئوتتۇرىسىدىكى لىسانغا جايلاشقان. بۇ شەھەرنى مۇھەممەد ئەلى پاشانىڭ دەۋرىدە مىسىرلىقلار بىنا قىلغان. مەھدى (ھ 1237 ـ 1303 / م 1821 ـ 1885) ھۆكۈمرانلىقىنى مۇشۇ يەرلەرگىچە كېڭەيتكەن. ئۇ مۇنبەت زېمىن بولۇپ، سودا ـ سانائەت ۋە دېھقانچىلىق مەركىزى.

الخُرَّمِيَّة: (خۇررەمىيە). بابەكىل خۇررەمى باشچىلىقىدىكى بىر مەزھەپ. ئۇلار: «ئەبۇ مۇسلىم خۇراسانى ئۆلمىگەن، ئۇ قايتىپ كېلىپ يەرشارىدا ئادالەتنى ئومۇملاشتۇرىدۇ» دەپ قارايدۇ.

خزرج: (خەزرەج). مەدىنىدىكى ئىككى چوڭ قەبىلىنىڭ بىرى. يەنە بىرسى ئەۋس. بۇ ئىككى قەبىلە مۇھاجىرلارنى ھىمايىسىگە ئېلىپ، مەدەت بەرگەن. بۇ ئىككى قەبىلە ئەنسارىلار دەپ ئاتالغان.

الخَصيب: (خەسىيب). ھارۇن رەشىد دەۋرىدىكى مىسىرنىڭ ئەمىرى. ئەبۇ نۇۋاس ئۇنى ماختاپ قەسىدە يازغان.

الخَصيب، الهِلال الخَصيب: (خەسىيب، ئەلھىلالىل خەسىيب). سۈرىيە، لىۋان، پەلەستىن، ئىئوردانىيە ۋە ئىراق زېمىنلىرىنىڭ ئومۇمىي ئاتىلىشى.

الخضر: (خىزىر). مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ سەپەردىشى. قۇرئان كەرىمنىڭ سۈرە كەھفىدىكى مۇنۇ ئايەتتە ئۇنىڭ نامى تىلغا ئېلىنغان. «ئۇ ئىككىسى بىلىقنى ئۇنتۇغان چوڭ تاشنىڭ يېنىدا بىزنىڭ بەندىلىرىمىزدىن چوڭ مەرھەمىتىمىزگە ئېرىشكەن ۋە بىزنىڭ ئۆزىمىزگە خاس ئىلمىمىزنى (ئىلمى غەيبنى) بىلدۈرگەن بىر بەندىنى (خىزىر ئەلەيھىسسالامنى) ئۇچراتتى.» (قۇرئان كەرىم)

خضر بك بن جلال الدين: (خىزىر بېك ئىبنى جالالىدىن) (ھ ?-860 / م ?-1456). ئىلمىنىڭ ھەرقايىسى تۈرلىرىدە زامانىسىنىڭ يېگانىسى بولۇپ يېتىشكەن، نەزمىي ۋە نەسرىي ئەسەر يېزىشتا ئالاھىدە ئىستېداتقا ئىگە ئىدى. ئىلمىي مۇنازىرىلەردە مۇتلەق ئۈستۈنلۈك قازىنىپ، سۇلتان مۇھەممەدخاننىڭ ئالاھىدە ئىلتىپاتىغا ئېرىشكەن. قۇستەنتىنىيە فەتھى قىلىنغان چاغدا مۇھەممەدخان بۇ زاتنى شۇ جاينىڭ قازىلىقىغا تەيىنلىگەن. ئۇ "عقائد" «ئەقائىد» (ئاقائىد) ناملىق كىتابنى نەزمىلەشتۈرۈپ چىققان ۋە ئۇنىڭغا ئىلمى كالامغا دائىر ئۇمۇمىي مەزمۇنلارنى كىرگۈزگەن. ئۇ "تفسير كشاف" «تەفسىر كەششاف»نىڭ شەرھىسىگە ھاشىيە يازغان. يەنە ئارۇز ۋەزنى ھەققىدە نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان.

الخَطّابِيُّ: عبد الكريم: (خەتتابىي، ئابدۇلكەرىم) (ھ 1300-1388 / م 1882-1963). ماراكەشتىكى قەبىلىلەرنىڭ ئاقساقىلى. ئۇ ئىسپانلارغا قارشى شىددەتلىك جەڭ قىلىپ، 1924-يىلى ئۇلارنى قوغلاپ چىقارغان.

الخَطّابِيَّةُ: (خەتتابىيە). ئەبۇ خەتتاب ئەسەدىيگە نىسبەت بېرىلىدىغان شىئە رافىزى تائىپىسى. ئۇلار: بىر ئەقىدىدىكى كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزلەپ قارشى تەرەپتىكىلەرگە يالغان گۇۋاھلىق بەرسە دۇرۇس، دەپ قارايدۇ.

الخطيب البغدادي، أحمد بن علي، أبو بكر: (خەتىب، ئەلخەتىب باغدادى، ئەھمەد ئىبنى ئەلى، ئەبۇ بەكرى) (ھ ?-463 / م ?-1072). مۇھەددىس، تارىخشۇناس، ئۇسۇلشۇناس. شافىئىي مەزھىپىنىڭ ئەشئەرىيە ئېقىمىغا تەۋە. باغدادتا ياشاپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ھەدىس توپلاش مەقسىتىدە يۇرت كەزگەن. ئۇ نۇرغۇن ئەسەر يازغان بولۇپ، "تاريخ بغداد" «تارىخۇ بەغداد» (باغداد تارىخى)، "الكفاية في معرفة علم الرواية" «ئەلكىفايە فىي مەئرىفەتى ئىلمىررىۋايە» (ھەدىس رىۋايەت قىلىش ئىلمى توغرىسىدا) لار ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم بىر قىسمىدۇر.

خفاجة، بنو خفاجة: (خەفاجە، بەنۇ خەفاجە). ئەرەب قەبىلىسى بولۇپ، ھەۋازىن ئۇرۇقىدىن ئىدى. ئۇلار مەدىنىدىن ئىراق چېگرىلىرىغىچە تارقاق ئولتۇراقلاشقان. ئۇلارنىڭ ئادەملىرى ھاجىلارنى بۇلاڭ-تالاڭ قىلىشقا ئادەتلەنگەچكە، ئۇمەۋىيلار ئۇلارنى قىرىپ تاشلىغان.

الخَفَجِيُّ: (خەفەجى). كۇۋەيتنىڭ شىمالىدىكى ئىراق چېگرىسىغا جايلاشقان شەھەر.

خَلَفٌ الأحمر، أبو محرز بن حيان: (خەلەف خەلەفۇلئەھمەر، ئەبۇ مىھرەز ئىبنى ھەييان) (ھ ?-180 / م ?-796). بەسرەلىك شائىر، ئەدىب، ئوبزورچى. ئەسمەئىينىڭ ئۇستازى. ئۇ ناھايىتى زېرەك بولۇپ ئەرەبلەرنىڭ

ئىسلامدىن بۇرۇنقى ئەھۋاللىرىنى تولۇق بىلەتتى. نۇرغۇن ئىلىم ئەھلىلىرى "لامية العربية" «لامىيەتۇل ئەرەب» ناملىق قەسىدىنى مۇشۇ زات يازغان دەپ قارايدۇ. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى ۋە "مقدمة في النحو" «مۇقەددىمەتۇ فىننەھۋى» (گرامماتىكىدىن دەسلەپكى ساۋات) ناملىق بىر كىتابى بار.

الخلفاء الراشدون: (خۇلەفائى راشىدىن) (توغرا يولدىكى خەلىپىلەر، يەنى چاھارىيارلار-ئەبۇبەكرى، ئۇمەر، ئوسمان ۋە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبتىن ئىبارەت تۆت خەلىپە). ئۇلار جەننەت بىلەن بېشارەت بېرىلگەنلەردىن ئىدى. ئۇلارنىڭ خەلىپىلىك دەۋرى راشىدىنلار (توغرا يولدا ماڭغۇچىلار) زامانى دەپ ئاتىلىدۇ. بەزى تارىخشۇناسلار ئۇمەۋىيلار خەلىپىسى ئۇمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزنى توغرا يولدىكى خەلىپىلەرنىڭ بەشىنچىسى دەپ قارايدۇ.

خِلّكَان، ابن خِلّكان، أحمد بن محمد البرمكي: (خىللىكان، ئىبنى خىللىكان، ئەھمەد ئىبنى مۇھەممەد بەرمەكى) (ھ 608-682 / م 1211-1282). تارىخشۇناس ۋە تەرجىمىھال يازغۇچىسى. ئىراقنىڭ ئىربىيل دېگەن يېرىدە تۇغۇلغان. ئۇنىڭ نەسەبى بەرمەكىيلەرگە تۇتىشىدۇ. سۇرىيە ۋە مىسىردا ياشىغان ۋە شۇ جايلارنىڭ قازىلىق ۋەزىپىسىنى ئۆتىگەن. ئۇنىڭ "وفيات الأعيان وأنباء أبناء الزمان" «ۋەفىياتۇل ئەئيان ۋە ئەنبائۇ ئەبنائىززامان» ناملىق بىر ئەسىرى بار. بۇ ئەسەر ئەرەب تىلىدىكى ئەڭ مەشھۇر تارىخىي تەرجىمىھال قامۇسى ھېسابلىنىدۇ.

الخليل: (خەلىل). پەلەستىندىكى ئۇلۇغ ھەرەمى ئىبراھىم جايلاشقان شەھەر بولۇپ، قۇددۇسنىڭ غەربىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. ئۆز ۋاقتىدا ئەھلىسسەلىپلەر ۋە موغۇللار تەرىپىدىن بېسىۋېلىنغان. ھازىر ئىسرائىلىيىنىڭ ئىشغالىيىتىدە.

الخليل، بن أحمد الفراهيدي الأزدي: (خەلىل، خەلىل ئىبنى ئەھمەد) (ھ 170?-/ م 786?-). مەشھۇر تىلشۇناس، ئوممانىدا تۇغۇلۇپ، بەسرەدە ۋاپات بولغان. ئەبۇ ئەلا ئىبنى ئەمىردىن ئىلىم ئۆگەنگەن. سىبۇەيھ، ئەسمەئىي ۋە نەزىر ئىبنى شۇمەيلىلەر ئۇنىڭ شاگىرتلىرىدۇر. داڭلىق گرامماتىكشۇناس بولۇپ، «ئارۇز» ۋەزنىگە ئاساس سالغان. تۇنجى لۇغەت كىتابى "العين" «ئەلئەين» مۇشۇ زاتنىڭ ئەسىرىدۇر.

الخندق: (خەندەق) (ھ 5 / م 627). ئەبۇ سۇفيانىنىڭ رەھبەرلىكىدە ئون مىڭ مۇشرىك ۋە يەھۇدىي مەدىنە مۇنەۋۋەرەنى مۇھاسىرىگە ئېلىۋالغان. ساھابە سەلمان پارسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مەدىنىنىڭ ئەتراپىغا خەندەك كولاپ، شۇ ئارقىلىق مۇھاسىرىدىن چىقىپ كېتىش تەكلىپىنى بەرگەن. ئۇلار مۇشۇ ئۇسۇل ئارقىلىق مۇھاسىرىدىن ئامان-ئېسەن چىقىپ كەتكەن، بۇ قېتىمقى ئۇرۇش تارىختا خەندەك ئۇرۇشى دەپ ئاتالغان.

الخوارج: (خاۋارىج). ھىجرىيە 37 (م 657)-يىلدىكى سىففىين ئۇرۇشىدىن كېيىن خەلىپە ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپقا ئىتائەت قىلىشتىن باش تارتقان پىرقە. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سىففىين ئۇرۇشىنى سۈلھى بىلەن ئاياغلاشتۇرۇشقا قوشۇلغانلىقتىن، بىر تۈركۈم كىشىلەر ئەلىگە قارشى چىققان. ئۇلار خەۋارىج دەپ ئاتالغان. ئۇلار كۇفىغا يېقىن ھەرۇرا دېگەن جايغا توپلانغان، باغدادقا يېقىن نەھراۋان دېگەن جايدا ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلار بىلەن قاتتىق جەڭ

قىلىپ ئۇلارنى تارمار قىلغان. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ تويى پىتراپ كەتكەن. ئۇلارنىڭ بىرى بولغان ئابدۇراھمان ئىبنى مۇلجەم ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى سۈيىقەست بىلەن ئۆلتۈرۈۋەتكەن. ئۇلارنىڭ مەشھۇر باشلامچىلىرى زەھھاك ئىبنى قەيس شەيبانى، قەتەرى ئىبنى فۇجائە؛ مەشھۇر شائىرلىرى ئىمران ئىبنى ھىتتان، تەرىماھ ئىبنى ھەكىملەردۇر. ئۇلار نۇرغۇن پىرقىلەرگە پارچىلىنىپ كەتكەن بولۇپ، ئاساسلىقى ئىبازىيە، ئەزارىقە پىرقىلىرىدۇر. ئۇلارنىڭ دەۋىتى ئافرىقىدىكى بەربەرلەر ئارىسىدا كەڭرى تارالغان. ئۇلاردىن رۇستەمى ئىبازىيە سۇلالىسى ئۇزۇ ۋاقتىدا ماراكەشتە ھۆكۈمرانلىق قىلغان.

خوارزم: (خەۋارەزىم). ئۆزبېكىستاندىكى بىر رايون. بۇ جاي ئوتتۇرا ئەسىرلەردە مەشھۇر بولغان. ئاھالىسى مىلادىيە سەككىزىنچى ئەسىردە ئىسلام دىنىنى قوبۇل قىلغان.

الخُوَارَزْمي، محمد بن أحمد الكاتب: (خەۋارەزمى، مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد كاتىب) (ھ ؟ـ 387 / م ؟ـ 997). ئۇ تۈرلۈك ئىلىم ۋە ئىلمىي تەتقىقاتلار بىلەن شۇغۇللانغان، تۇنجى ئەرەبچە ئېنسىكلوپېدىيە "مفاتيح العلوم" «مەفاتىھۇل ئۇلۇم» (ئىلىملەرنىڭ ئاچقۇچى) ناملىق قامۇسنى تۈزگەن.

الخُوَارَزْمي، محمد بن موسى: (خەۋارەزمى، مۇھەممەد ئىبنى مۇسا) (ھ ؟ـ 235 / م ؟ـ 849). ماتېماتىك، ئاسترونوم. باغدادتا ياشىغان. خەلىپە مەئمۇننىڭ ئاسترونوملىرىدىن ئىدى. ئۇنىڭ "الجبر والمقابلة" «ئەلجەبىرۇ ۋەلمۇقابەلە» ناملىق

ئەسىرى بار.

الخَوَرْنَق: (خەۋەرنەق). نوئمان خوجىسى ساسانىي ئۈچۈن بىنا قىلدۇرغان قەسىر بولۇپ، ئۇنى رۇملۇق بىناكار سىنىممار لايىھىلىگەن. بۇ قەسىر كاتتا ھەم ھەشەمەتلىك بولۇپ، جايلاشقان ئورنىمۇ بەك مەنزىرىلىك ئىدى. شائىرلار ئۇنىڭ گۈزەللىكىنى كۆيلىشەتتى.

الخُوري، بشارة: (خۇرىي، بىشارە) (ھ 1302 ـ 1388 / م 1885 ـ 1967). لىۋانلىق مەشھۇر شائىر. ئۇ «كىچىك ئەختەل»، «ئىشق مۇھەببەت شائىرى» دەپ ئاتالغان. ئۇنىڭ نەشىر قىلىنغان بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

خُوري، رئيف: (خۇرىي، رەئىق) (ھ 1332 ـ 1387 / م 1913 ـ 1967). لىۋانلىق ئەدىب، ئوبزورچى، مۇتەپەككۇر.

خُوري، رشيد سليم: (خۇرىي، رەشىد سەلىم) (ھ 1305 ـ 1404 / م 1887 ـ 1984). لىۋاندا تۇغۇلۇپ بىرازىلىيىگە كۆچۈپ بارغان. قەرۋى شائىرى دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان. ئۇنىڭ بىرقانچە شېئىر توپلاملىرى بار.

الخُوري، فارس: (خۇرىي، پارس) (ھ 1294 ـ 1382 / م 1877 ـ 1962). سۈرىيىلىك سىياسىيون، مۇتەپەككۇر. ئۇ بىرقانچە قېتىم سۈرىيە ھۆكۈمىتىنىڭ رەئىسى بولغان. دەمەشقتىكى ئەرەب تىل جەمئىيىتىنىڭ ئەزاسى. ئۇنىڭ "الموجز في علم المالية" «ئەلمۇجىز فى ئىلمىل مالىيە» (ئىقتىسادشۇناسلىق ھەققىدە قىسقىچە بايان)، "وقائع الحرب الروسية اليابانية" «ۋەقائىئۇل ھەربىررۇسىيەتىل يابانىيە» (روسىيە ۋە

يـاپونيه ئـۇرۇش ۋەقەلىكلـىرى) نـاملىق كىتابلىرى بـار. ئـۇ لىۋانىنـىڭ كەفىير دېگەن يېرىدە تۇغۇلۇپ، دەمەشقتە ۋاپات بولغان.

خولـــة، بـــنت الأزور: (خەۋلە، بىنتىـل ئەزۋەر) (ھ ?ـ35 / م ?ـ655). كىنـــــــدە قەبىلىلىك پـارس شـائىرە. ئـۇ قېرىنـدىـشى زەررار ئىبنـى ئەزۋەر بىلـەن شـام فەتھـىسگە قاتناشـقان. دۈشـمەنلەرنىڭ قولىغا ئەسـىرگە چۈشۈپ قېلىپ، كېيىن ئـازاد قىلىنغان. ئـۇ پەخىرلىنىش مەزمۇنىدىكى شېئىرلىرى بىلەن شۆھرەت قازانغان.

الخولي، أمين: (خەۋلىي، ئەمىن) (ھ 1313ـ1386 / م 1895ـ1966). مىسىرلىق ئـوبزورچى، ئەدىب، بالاغەتشۇناس ۋە گراماتىكىشۇناس. "الأمناء" «ئەلئۇمەنا» ئېقىمىنىڭ ئاساس سالغۇچىسى. بـۇ ئېقىم سەنئەت ۋە تۇرمۇش (تۇرمۇشنىڭ ھەرقايسى تەرەپلىرىگە سەنئەت تۈسى بېرىش) شوئارىنى كۆتۈرۈپ چىققان.

خَيْبَر: (خەيبەر). مەدىنىنىڭ شەرقىدىكى ھىجازغا جايلاشقان بىر ۋاھە. بۇرۇن بۇ يەرنىڭ كۆپىنچە ئاھالىسى يەھۇدىي بولۇپ، ھىجرىيە 7ـيىلى (مىلادىيە 628ـيىلى) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ يەرنى فەتھى قىلغاندا، ئۇلارغا جىزىيە بەلگىلىگەن. ئۇلار ھىيلە-مىكىر ئىشلەتكەنلىكتىن، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلارنى پالىۋەتكەن.

الخيزران: (خەيزۇران) (ھ ?ـ173 / م ?ـ798). يـۇقىرى مەلۇماتلىق قىز بولۇپ، ئاباسىي خەلىپىسى مەھدىگە ياتلىق بولغان ۋە ئۇنىڭغا ھادىي، رەشىد ئىسىملىك ئىككى ئوغۇل تۇغۇپ بەرگەن. ئېرى ۋاپات بولغاندىن كېيىن، بولۇپمۇ ئوغلى ھادىينىڭ دەۋرىدە دۆلەتنىڭ ئاساسلىق ئىشلىرىنى ئۆزى باشقۇرغان. ئوغلى رەشىدنىڭ دەۋرىدە باغدادتا ۋاپات بولغان.

الخيّام أبو الفتح، عمر: (خەييام ئەبۇلفەتھى، ئۆمەر) (ھ ?ـ527 / م ?ـ132). ئىرانلىق پەيلاسوپ. شائىر، ماتېماتىك ۋەئاسترونوم. ئۇنىڭ ھاياتلىق ۋە كائىنات ھەققىدە ھېكمەتلىك رۇبائىيلىرى بار. ئۇنىڭ نامى غەرب دۇنياسىغا ناھايىتى تونۇشلۇق. ئۇنىڭ ئەسەرلىرى بىرقانچە تىللارغا تەرجىمە قىلىنغان. بۇنىڭ ئىچىدە "الصافي النجفي" «ئەسسافىننەجەفى» (سافىي نەجەفىي)، "البستاني" «ئەلبوستانى» (بوستانىي)، "أحمد رامي" «ئەھمەد رامىي» نىڭ ئەرەبچە تەرجىمىلىرى مەشھۇر.

# د

دائِرَةُ المَعَارِف: (دائىرەتۇلمائارىف). بۇتروۇس بوستانىي يازغان، سەلىم بوستانىي بەزى جايلىرىغا تولۇقلىما بەرگەن ۋە ئاتا-ئانىسى نەسىب، نەجىبلەر سۇلەيمان بوستانى بىلەن بىرلىكتە نەشر قىلدۇرغان ئېنسىكلوپېدىيلىك ئەسەر.

دائِرَةُ المَعَارِفِ الإِسْلاَمِيَّة: (دائىرەتۇلمائارىفىل ئىسلامىيە). بىر قىسىم شەرقشۇناسلار تۈزۈپ چىققان ئىسلام ئېنسىكلوپېدىيىسى. ئۇنى ھىجرىيە 1332-1357 (م 1913-1938)-يىللاردا لېيدۇندىكى بىرىل نەشرىياتى نەشر قىلغان. ئۇنىڭ ئىنگلىزچە، فرانسۇزچە، گېرمانچە نۇسخالىرى بار. ئۇنىڭ بىر قىسمى ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلىنغان.

دائرة معارف القرن العشرين: (دائىرەتۇ مائارىفىل قەرنىل ئىشرىين) 20-ئەسىر ئېنسىكلوپېدىيىسى. مۇھەممەد فەرىد ۋەجدى تۈزگەن يىگىرمە توملۇق كىتاب. ئۇ ھىجرىيە 1355 (م 1936)-يىلى مىسىردا نەشر قىلىنغان.

الدّارُ البَيْضَاءُ: (دارۇلبەيزا). ماراكەشتىكى چوڭ پورت شەھىرى ۋە مۇھىم سودا مەركىزى. بۇ جاي ماراكەشنىڭ ئىقتىسادىي مەركىزى بولۇپ، ئاتلانتىك ئوكيان ساھىلىغا جايلاشقان.

دارُ السّلاَم: (دارۇسسالام). تانزانىيىنىڭ پايتەختى ۋە شۇ جايدىكى ئەڭ چوڭ پورت. ئۇ ھىندى ئوكيان ساھىلىغا جايلاشقان.

دارُ العِلْم: (دارۇلئىلم). 1. ئىسلام ئەللىرىدە تەسىس قىلىنغان بىرقانچە كۇتۇپخانىنىڭ ئورتاق ئاتىلىشى.

2. باغدادتىكى بۇۋەيھىلەر سۇلالىسى تەسىس قىلغان دارۇلئىلم كۇتۇپخانىسى.

3. قاھىرەدىكى فاتىمىيە خەلىپىسى ھاكىم بىئەمرىللا تەسىس قىلغان فاتىمىيە دارۇلئىلم كۇتۇپخانىسى.

دار قطني، علي بن عمر بن أحمد البغدادي الشافعي (أبو الحسن): (دار قۇتنى، ئەلى ئىبنى ئۇمەر ئىبنى ئەھمەدىل بەغدادىششافىئىي، ئەبۇلھەسەن) (ھ 306-385 / م 919-995). مەشھۇر ھەدىسشۇناس، باغدادتا تۇغۇلغان ۋە شۇ يەردە ۋاپات بولغان. "السنن" «ئەسسۇنەن»، "العلل الواردة في الأحاديث النبوية" «ئەلئىلەلۇل ۋارىدە فى ئەھادىسى نەبەۋىيە»، "المجتبى" «ئەلمۇجتەبا»، "المختلف والمعتلف" «ئەلمۇختەلەف ۋەلئۇئتەلەف» ۋە "الضعفاء" «ئەززۇئەفا» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان.

دار الكتب الظاهِرِيَّة: (دارۇلكۇتۇبۇز زاھىرىيە). دەمەشقتىكى زاھىرىيە

كۇتۇپخانىسى. ئۇ ئالجىرىيىلىك شەيخ زاھىرىلجەزائىرىيغا نىسبەت بېرىلىپ، شۇنداق ئاتالغان.

دارُ الكُتُبِ المِصْرِيَّة: (دارۇلكۇتۇبۇل مىسرىيە). مىسىر كۇتۇپخانىسى. مىلادىيە 1870 ـ يىلى قۇرۇلغان.

دارُ النَّدْوَةِ: (دارۇننەدۋە). جاھىلىيەت دەۋرىدە بەيتۇللاھ «دارۇننەدۋە» (مەجلىسخانا) دېيىلەتتى. چۈنكى قۇرەيشلەر ئۆز ئىشلىرىنى مۇزاكىرە قىلىش ئۈچۈن شۇ يەرگە يىغىلاتتى. بۇ يىغىلىشقا قىرىق ياشقا توشمىغانلار قاتنىشالمايتتى.

الدارِميّ، ابو محمد عبد الله تميمي: (دارىمى، ئەبۇ مۇھەممەد ئابدۇللاھ تەمىمى) (ھ ?ـ 255 / م ?ـ 869). ئىشەنچلىك مۇھەددىس. ئۇ "السنن الدارمي" «ئەسسۇنەنى دارىمى» دەپ تونۇلغان مەشھۇر ھەدىس توپلىمىنى تۈزۈپ چىققان.

داكّا: (داككا). بېنگال دۆلىتىنىڭ پايتەختى، ئەڭ مۇھىم سودا مەركىزى.

الدّاني، أبو عمرو عثمان بن سعيد بن عثمان: (دانى، ئەبۇ ئەمرى ئوسمان ئىبنى سەئىد ئىبنى ئوسمان) (ھ 372ـ 445 / م 982ـ 1053). مالىكىي مەزھىپىدىكى فەقىھ، قۇرتۇبەدە تۇغۇلۇپ، دانىيەدە ۋاپات بولغان. قىرائەت ۋە ھەدىس ساھەسىدە يېتىشكەن كاتتا ئالىم. ئۇنىڭ يازغان ئەسەرلىرى يۈزدىن ئاشىدۇ. "التيسر في القراءات السبع" «ئەتتەيسىر فىل قىرائاتىسسەبئى» (يەتتە قىرائەت توغرىسىدا)» ناملىق كىتابى مەشھۇردۇر.

داۋُد: (داۋۇد). (مىلادىيەدىن ئىلگىرىكى ?ـ 970) داۋۇد ئەلەيھىسسالام بەنى ئىسرائىل قوۋمىغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن. ئاللاھ ئۇنىڭغا تۆت ساماۋى كىتابنىڭ بىرى بولغان زەبۇرنى نازىل قىلغان. زەبۇر قەسىدىلەردىن ئىبارەت بولۇپ، ئاللاھنى ئۇلۇغلاشنى ۋە ئاللاھقا بولغان ھەمدۇ سانالارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. داۋۇد ئەلەيھىسسالام خۇش ئاۋازلىق كىشى بولۇپ، ئۆزىنىڭ يېقىملىق ئاۋازى بىلەن زەبۇرنى تىلاۋەت قىلىپ، كىشىلەرنىڭ دىلىنى ئېرىتىۋېتەتتى. ھەتتا قۇشلارمۇ ۋە تاغلارمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىللە تەسبىھ ئېيتىپ ئەكس سادا قايتۇراتتى. ئاللاھ داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا تۆمۈر تاۋلاشنى بىلدۈرگەن بولۇپ، داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدا تۆمۈر يۇمشاپ خېمىردەك بولۇپ كېتەتتى. داۋۇد ئەلەيھىسسالام ئۇرۇش ئۈچۈن تۆمۈر كىيىملەرنى ياسايتتى. ئىبنى جەرىرنىڭ رىۋايىتىگە قارىغاندا، داۋۇد ئەلەيھىسسالام 100 يىل ئۆمۈر كۆرگەن.

داود بن الإصفهاني: (داۋۇد ئىبنى ئىسفاھانى): (ھ 201ـ 270 / م 816ـ 883). مۇستەقىل پىكىرگە ئىگە مۇجتەھىد. كىچىكىدىلا ئىلىم تەھسىل قىلىشقا كىرىشكەن. فىقھى ھەققىدە ناھايىتى نۇرغۇن كىتاب يازغان بولۇپ، ئۇن سەككىز مىڭ سەھىپىگە يېتەتتى. بۇ زات دەرس سۆزلىگەن سورۇندا تۆت يۈزچە شاگىرت بولاتتى.

داوود بن عمر الأنطاكي: (داۋۇد ئىبنى ئۆمەر ئەنتاكىي) (ھ ?ـ 1008 / م ?ـ 1599). ئالىم، ھۆكۈما تېۋىپ، ئەدىب. ئەنتاكىيىدە تۇغۇلۇپ، مەككىدە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ ئەڭ مەشھۇر كىتابلىرىدىن تىبابەتكە دائىر يازغان "تذكرة أولي الألباب والجامع للعجب العجاب" «تەزكىرەتۇ ئۇلىل ئەلباب ۋەلجامىئۇ لىلئەجىبىل ئۇجاب» (ئەقىل ئىگىلىرىگە ئەسلەتمە ۋە ئاجايىباتلار) (قىسقارتىلىپ

"تذكرة داود" «داۋۇد تەزكىرىسى، دېيىلىدۇ» ناملىق ئەسىرى بار.

دُبَـــيّ: (دۇبەي). 1. ئەرەب بىرلەشمە خەلىپىلىكىسى ئەمىرلىكلىرىدىن بىرى. 2. دۇبەي ئەمىرلىكىنىڭ پايتەختى.

دِجْلَـــــةُ: (دىجــلە). تۈركىيىـــدىن باشلىنىدىغان بىر دەريا. ئۇ ئىراقتىكى مەۋسىل ۋە باغدادتىن ئۆتۈپ، ئەرەب قىرغىقىدىكى فۇرات دەرياسىغا قوشۇلىدۇ.

دحية الكلبي: (دىھيەتۇل كەلبى) (ھ ?ـ 45 / م ?ـ665). ساھابىلەردىن بولۇپ، رەسۇلۇللاھنىڭ قەيسەرگە ئەۋەتكەن ئەلچىسى.

دُرْمَـــان، أم درمـــان: (دۇرمان ئۇممۇ دورمان). سۇداندىكى مۇھىم سودا شەھىرى. پايتەخت خارتۇمغا چېگرىلىنىدۇ.

دريد بن الصمة: (دۇرەيد ئىبنى سۇممە) (م ?ـ630). جاھىلىيەت شائىرى. ھەۋازىن قەبىلىسىدىن بولغان چەۋەنداز، مۇسۇلمانلارغا قارشى جەڭ قىلىپ ھۇنەين غازىتىدا ئۆلتۈرۈلگەن.

دسوقي، إبراهيم الدسوقي: (دۇسۇقىي، ئىبراھىم دۇسۇقىي) (ھ 633ـ637 / م 1235ـ1277). ئەھلى تەرىقەت بولۇپ، كارامەتلەر ۋە ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلار ئۇنىڭغا نىسبەت بېرىلىدۇ. ئۇ مىسىردىكى دۇسۇقىي شەھىرىدىن.

دعبل، بن علي: (دىئبەل، ئىبنى ئەلى) (ھ 148ـ246 / م 765ـ860). كۇفىلىق ساتىرىك شائىر. مۇسلىم ئىبنى ۋەلىدكە قارشى چىقىپ، رەشىد بىلەن مۇناسىۋەت باغلىغان. ئاباسىيلارنى ھەجۋىي قىلىپ شېئىر يازغان. ئۇنىڭ شائىرلار ھەققىدە يېزىلغان "كتاب الشعراء" «كىتابۇششۇئەرا» ناملىق كىتابى بار.

دَلْهِـــي، دَهْلِـــي: (دەلھىي (دېھلى)). ھىندىستاننىڭ شىمالىي قىسمىغا جايلاشقان قەدىمىي شەھەر. ئۇ كونا دېھلى ۋە يېڭى دېھلى دەپ ئىككىگە بۆلۈنگەن. 1947ـيىلى ھىندىستان مۇستەقىل بولغاندىن كېيىن يېڭى دېھلى ھىندىستان دۆلىتىنىڭ پايتەختى بولغان.

دِمَـــشْقُ: (دەمەشىق). سۈرىيىنىڭ پايتەختى. شام سەھراسى ئەتراپىدىكى بەردا دەرياسى بويىغا جايلاشقان. ئۇمەۋىيلەر سۇلالىسىنىڭ پايتەختى بولغان، ئۇمەۋىي جامەسى ۋە سالاھىددىن ئەييۇبىي مازىرى ئۇ يەردىكى ئەڭ مۇھىم يادىكارلىقلاردۇر.

الــــدَّمَّام: (دەممام). سەئۇدىي ئەرەبىستاندىكى پورت شەھىرى. ئەرەب قولتۇقى بويىدا. ئۇ ئەھسا رايونىنىڭ مەركىزى بولۇپ، نېفىت ئېچىلغاندىن كېيىن زور دەرىجىدە تەرەققىي قىلغان.

دِمْيَاط: (دىمىيات). مىسىردىكى ساھىل شەھىرى، ئەھلىسەلىپ ئۇرۇشلىرى دەۋرىدە ئۇنىڭ نامى چىققان.

الدّميري (محمد بن موسي): (ددىمىيەرى، مۇھەممەد ئىبنى مۇسا) (ھ 742ـ808 / م 1341ـ1405). مىسىرلىق ئالىم. ئۇنىڭ "حياة الحيوان" «ھەياتۇل ھەيۋان» (جانلىقلار ھاياتى) ناملىق ئەسىرى مەشھۇر. بۇ كىتاب ئەرەب ئەدەبىياتى تارىخىدا مۇشۇ مەزمۇندا يېزىلغان ئەسەرلەرنىڭ تۇنجىسى ھېسابلىنىدۇ.

**دِنْشْواي:** (دىنشۋاي). مىسىر مەنۇفىيە ئۆلكىسىدىكى بىر شەھەر. ئەنگلىيە مۇستەملىكىسى دەۋرىدە مەشھۇر دىنشۋاي ۋەقەسى يۈز بېرىپ، نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ بېشىغا چىققان.

**دُنْقُلَةُ:** (دۇنقۇلە). نىل دەرياسى بويىغا جايلاشقان، شىمالىي سۇدان تەۋەلىكىدىكى بىر شەھەر. خورما مەھسۇلاتى ۋە مۇنبەت زېمىنى بىلەن مەشھۇر.

**الدَّهْنَاءُ:** (دەھنا). سەئۇدىي ئەرەبىستاننىڭ شەرقىي قىسمىدىكى بىر سەھرا. ئۇ يەر شىمالىي چوڭ قۇرۇقلۇقتىن جەنۇبىي قۇرۇقلۇققا سوزۇلۇپ، ھىلال ئاي شەكلىنى ھاسىل قىلىدۇ.

**دُوزِي، رينهارت:** (دوزى، رىنھارت) (ھ 1236 ـ 1302 / م 1820 ـ 1884). گوللاندىيىلىك شەرقشۇناس. ئەسلى فرانسۇز مىللىتىدىن. ئەرەب تىلىغا پىششىقلىقى بىلەن مەشھۇر بولغان. مۇھىم ئەسەرلىرىدىن "تكملة المعاجم العربية" «تەكمىلەتۇل مەئاجىمىل ئەرەبىيە» (ئەرەبچە لۇغەتلەرگە تولۇقلىما) ۋە "معجم الملابس العربية" مۇئجەمۇل مەلابىسىل ئەرەبىيە» (ئەرەبچە كىيىم ـ كېچەكلەر لۇغىتى) قاتارلىقلار بار.

**دومة الجندل:** (دەۋمەتۇل جەندەل). سەئۇدىيىدىكى بىر بوستانلىق. سىففىيىن ئۇرۇشىدىن كېيىن، ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى ۋە ئەمرى ئىبنى ئاس ھەزرىتى ئەلى بىلەن مۇئاۋىيىنىڭ تالاش ـ تارتىشى ئوتتۇرىسىدا كېسىم چىقارغۇچى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقىپ ئۇچراشقان يەر.

**الدَّوَّانِيّ (جلال الدين):** (دەۋانى، جالالۇددىن) (ھ 830 ـ 908 / م 1427 ـ 1502). ئىرانلىق ئالىم. شىرازدا ئولتۇراقلاشقان. پارس رايونىنىڭ قازىلىقىنى ئۆتىگەن. ئەرەب ۋە پارس تىللىرىدا ئەسەر يازغان. ئۇنىڭ پەلسەپە، ئەدەبىيات ۋە تەسەۋۋۇپ توغرىسىدا يېزىلغان شەرھ كىتابلىرى بار. "حاشية على شرح القوشجي" «ھاشىيەتۇ ئەلا شەرھىل قۇشىجى»، "أفعال العباد" «ئەفئالۇل ئىباد»، "حاشية على تحرير القواعد المنطقية" «ھاشىيەتۇ ئەلا تەھرىرىل قەۋائىد»، "شرح العقائد العضدية" «شەرھۇل ئەقائىدىل ئۇزدىيە»، "شرح تهذيب المنطق" «شەرھى تەھزىبىل مەنتىق» ۋە "شرح هياكل النور " «شەرھى ھەياكىلىننۇر» قاتارلىقلار شۇ ئەسەرلەرنىڭ بىر قىسمىدۇر.

**دي بور:** (دي بور) (ھ ؟ ـ 1361 / م ؟ ـ 1942). گوللاندىيىلىك شەرقشۇناس، ئەرەب ئەدەبىياتىنى ئۆگەنگەن. ئىسلام پەلسەپىسىدە مۇتەخەسسىس بولغان.

**دي ساسي، انطوان:** (دى ساسىي، ئەنتىۋان) (ھ 1172 ـ 1254 / م 1758 ـ 1838). فرانسۇز شەرقشۇناسلىرىنىڭ پېشۋاسى.

**الدَّيْر البحري:** (دەير بەھرى). مىلادىيە 7 ـ ئەسىردە خرىستىئانلار غەربىي تەيبەدە قۇرغان موناستىر.

**دير الزُّور:** (دەيرۇززور). سۇرىيىنىڭ فۇرات دەرياسى بويىغا جايلاشقان بىر شەھىرى، دەيرۇززور رايونىنىڭ مەركىزى.

**دير سانت كاترين:** (دەير سانت كاترىن). مىسىرنىڭ سىنا رايونىدىكى بىر جاينىڭ ئىسمى. بۇ جاي ئاللاھتائالا مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن سۆزلەشكەن ئورۇنغا توغرا كېلىدۇ.

دير ياسىين: (دەير ياسىن). پەلەستىن شەھەرلىرىدىن بىرى. يەھۇدىيلار ئۇ يەردە ھىجرىيە 1368 ـ يىلى (مىلادىيە 1948 ـ يىلى) زور قىرغىنچىلىق ئېلىپ بارغان.

ديك الجن، عبد السلام بن رغبان: (دىكۇلجىن، ئابدۇسالام ئىبنى رەغبان) (ھ 161 ـ 235 / م 777 ـ 849). شائىر. ئىشق ـ مۇھەببەت ھەققىدىكى شېئىرلارنى يازاتتى. ئىمام ھۇسەينگە يازغان مەرسىيىسى بىلەن مەشھۇر بولغان، (سۇرىيە) ھىمەستە تۇغۇلغان ۋە شۇ يەردە ۋاپات بولغان.

دَيلَم، الدّيلَم: (دەيلەم). 1. ئەجەملەرنىڭ بىر قەبىلىسى بولۇپ، ئەزەربەيجان ئەتراپىدا ياشايتتى، ئۇلار باتۇرلۇقى ۋە ئاداۋەتخورلۇقى بىلەن مەشھۇر بولغان. 2. قەزۋىنىنىڭ شىمالىدىكى جىلان شەھىرىگە جايلاشقان تاغلىق جاي. بۇ جاينىڭ بەزى ئاھالىلىرى مۇسۇلمان.

دينار، ابن أبي دينار محمد الرعيني القيرواني: (دىنار، ئىبنى ئەبۇ دىنار مۇھەممەد رەئىنى قەيرىۋانى) (ھ ؟ ـ 1110 / م ؟ ـ 1698). تۇنىسلىق تارىخشۇناس. ئۇنىڭ ئافرىقا ۋە تۇنىس تارىخىغا دائىر "المؤنس في أخبار افريقيا وتونس" «ئەلمۇنىس فى ئەخبارى ئافرىقا ۋە تۇنىس» ناملىق كىتابى بار.

الدّيَنَورِيُّ، أبو حنيفة أحمد بن داود: (دەيەنەۋەرى، ئەبۇ ھەنىفە ئەھمەد ئىبنى داۋۇد) (ھ ؟ ـ 282 / م ؟ ـ 895). تىلشۇناس، فەقىھ، تارىخشۇناس. ئۇنىڭ دەيەنەۋەرىيدە رەسەتخانىسى بار ئىدى. ئۇ تارىخ ھەققىدە "الأخبار الطوال" «ئەلئەخبارۇتتىۋال» (ئۇزۇن خەۋەرلەر) ۋە "كتاب النبات" «كىتابۇننەبات» (ئۆسۈملۈكلەر ھەققىدە) ناملىق كىتابلارنى يازغان.

# ذ

ذُبَيَانٌ: (زۇبيان). ئەرەب ئايمىقى. ئەدنانلارنىڭ غەتفان قەبىلىسىدىن.

الذَّهبي (شمس الدين محمد) : (زەھەبى، شەمسىددىن مۇھەممەد) (ھ 673 ـ 749 / م 1274 ـ 1348). دىمەشقلىق تارىخچى ۋە مۇھەددىس. ئۇنىڭ "دولة الإسلام" «دەۋلەتۇل ئىسلام» (ئىسلام دۆلىتى)، "المشتبه في الأسماء والأنساب والكنى والألقاب" «ئەلمۇشتەبىھ فىل ئەسمائى ۋەلئەنساب ۋەلكۇنيى ۋەلئەلقاب» (كىشى ئىسىملىرى، نەسەبلىرى، تەخەللۇسلىرى ۋە لەقەبلىرىدىكى ئوخشاشلىقلار)، "تاريخ الإسلام الكبير" «تارىخۇل ئىسلامىل كەبىر» (ئىسلام تارىخى)، "تذكرة الحفاظ" «تەزكىرەتۇل ھۇففاز» (ھەدىسشۇناسلار تەرجىمىھالى) ۋە "ميزان الاعتدال في نقد الرجال" «مىزانۇل ئىئتىدال فى نەقدىررىجال»غا ئوخشاش نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار.

ذو الرُّمَّةِ، غيلان بن عقبة العدوي: (زۇررۇممە، غىلان ئىبنى ئەقەبە ئەلئەدەۋىي) (ھ 77 ـ 117 / م 696 ـ 755). ئۇمەۋىيلەر دەۋرىدىكى تالانتلىق شائىر. يەمامىدە تۇغۇلۇپ، ئىسفاھاندا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ شېئىرلىرىدا لىرىكىلىق تەسۋىر ۋە سەھرا كۆرۈنۈشلىرى كۆپ ئۇچرايتتى.

ذو الكِفْلِ: (زۇلكىفىل). قۇرئان كەرىمدە زىكرى قىلىنغان پەيغەمبەر. ﴿وَإِسْمَاعِيلَ وَإِدْرِيسَ وَذَا الْكِفْلِ كُلٌّ مِنَ الصَّابِرِينَ﴾ «ئىسمائىل، ئىدرىس ۋە زۇلكىفىللەرنىڭ قىسسىسىنى بايان قىلغىن، (ئۇلارنىڭ) ھەممىسى سەۋرلىك ئىدى.» ‹قۇرئان كەرىم›

ذو نُواس: (زۇ نۇۋاس) (م ? ـ 524). ھىميەر تەبابىئە پادىشاھلىرىدىن، يەھۇدىي دىنىنى قوبۇل قىلغان. مىلادىيە 523 ـ يىلى نەجراننى ئىشغال قىلغاندا خرىستىئانلارغا زىيانكەشلىك قىلىپ، ئۇزۇن ئازگال كولاپ، ئازگالنى ئوت بىلەن توشقۇزۇپ، ئۇلارنى ئوتقا تاشلاپ كۆيدۈرۈۋەتكەن.

ذو النُّون: (زۇننۇن). يۇنۇس ئەلەيھىسسالام. قۇرئان كەرىمدە زىكرى قىلىنغان پەيغەمبەر. نۇن كىت دېگەن بولىدۇ. ئۇنى كىت يۇتقانلىقتىن شۇنداق ئاتالغان.

ذو النُّون المصري، أبو الفيض ثوبان: (زۇننۇن مىسرى، ئەبۇلفەيز سەۋبان) (ھ ? ـ 245 / م ? ـ 859). مىسىرلىق چوڭ تەرىقەتچى. نەۋبەدە تۇغۇلۇپ، جىزەدە ۋاپات بولغان. خىمىيىگە قىزىقاتتى. ئۇنىڭ "كتاب الركن الأكبر" «كىتابۇررۇكنىل ئەكبەر»، "كتاب الثقة في الصنعة" «كىتابۇسسىقە فى سەنئە» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.



رؤبة بن العجاج التميمي: (رۇئبە ئىبنى ئۇجاج تەمىمى) (ھ 66 ـ 145 / م 685 ـ 762). رەجەز ۋەزنىدە شېئىر يازىدىغانلارنىڭ ئەڭ مەشھۇرى. ئۇ دادىسى ئۇجاج بىلەن بەسرەگە كۆچۈپ، بەسرە، شام ۋە خۇراسانلارنى ئايلانغان. ئۇنىڭ شېئىرىي دىۋانى بار.

رَأسُ الخَيْمَة: (رەئسۇل خەيمە). ئەرەب بىرلەشمە خەلىپىلىكى دۆلىتىدىكى بىر ئەمىرلىك. ئۇنىڭ پايتەختى رەئسۇلخەيمە شەھىرى. ئۇ ئەمىرلىكلەر ئىچىدە ھورمۇز بوغۇزىغا ئەڭ يېقىن، ئەرەب قولتۇقى ساھىلىغا قىرىق مىل كېلىدۇ.

الرابطَةُ القَلَمِيَّةُ: (رابىتەتۇل قەلەمىيە). يازغۇچىلار جەمئىيىتى. بۇ ئامېرىكىغا كۆچۈپ بارغان ئەرەب كۆچمەن ئەدىبلەر جەمئىيىتى بولۇپ، 1920 ـ يىلى نيۇ ـ يوركتا قۇرۇلغان. 1931 ـ يىلى تارقاپ كەتكەن. ئىليا ئەبۇ مازى، جىبران خەلىل، مىخائىل نەئىمەلەر ئۇنىڭ كۆزگە كۆرۈنگەن ئەزالىرى ئىدى.

رَابِعَةُ العَدَوِيَّةُ: (رابىئە ئەدەۋىييە) (ھ ? ـ 135 / م ? ـ 752). مەشھۇر شائىرە، زاھىدە، مۇتەسەۋۋىپە، تەسەۋۋۇپقا ئىلاھىي ئىشق ئىدىيىسىنى ئېلىپ كىرگەن، ئىلاھىي ئىشق قۇربانى دەپ ئاتالغان. بەسرەدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. بەزى رىۋايەتلەرگە قارىغاندا قۇددۇسنىڭ سىرتىدا ۋاپات بولغان.

رابِغُ: (رابىغ). مەككە ۋە مەدىنە ئوتتۇرىسىدىكى قىزىل دېڭىز ساھىلىغا يېقىن بىر ۋادا، مىقاتلار (ھەجگە ئېھرام باغلىنىدىغان ئورۇن)نىڭ بىرى.

الرّازِيُّ، أبو بكر محمد بن زكريا: (رازى، ئەبۇ بەكرى مۇھەممەد ئىبنى زەكەرىييا) (ھ 250 ـ 320 / م 864 ـ 932). تېۋىپ، خىمىك، ئىسلام پەيلاسوپى، ئەرەب جالىنوسى دەپ ئاتالغان. ئۇنىڭ مېدىتسىنا ساھەسىدە "الحاوي" «ئەلھاۋىي»، پەلسەپە ساھەسىدە "رسائل الرازي الفلسفية" «رەسائىلۇررازىل فەلسەفىيە» (رازى پەلسەپە ماقالىلىرى) قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

الراعي النُّميري، أبو جندل: (رائىي نۇمەيرى، ئەبۇ جەندەل) (ھ ? ـ 90 / م ? ـ 709). ئۇمەۋىي شائىرى، جەرىر ۋە فەرەزدەق بىلەن زاماندىش بولۇپ، تۆگىنى تەسۋىرلەش، يايلاق ھاياتىنى تەسۋىرلەش، مالچىلار ۋە كۆيچىلەرنىڭ ھاياتىنى تەسۋىرلەش جەھەتتە يۇقىرى پەللىگە يەتكەن.

الراغب الإصفهاني (الحسين بن محمد): (راغىبۇل ئەسفەھانى، ھۈسەيىن ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ? ـ 502 / م ? ـ 1108). دانىشمەن، ئالىم، مەشھۇر تەپسىرشۇناس، تىلشۇناس. باغدادتا ئولتۇراقلاشقان. ئۇنىڭ "المفردات في غريب القرآن" «ئەلمۇفرەدات فى غەرىبىل قۇرئان» (قۇرئاندىكى قىيىن سۆزلەر

لۇغىتى)، "الذريعة إلى مكارم الشريعة" «ئەززەرىيە ئىلا مەكارىمششەرىيئە»، "جامع التفاسير" «جامىئۇتتەفاسىر» ۋە "محاضرات الأدباء" «مۇھازەراتۇل ئۇدەبا» (ئەدىبلەرنىڭ نۇتۇقلىرى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الرافضة: (رافىزە). شىئەلەرنىڭ بىر گۇرۇھى. ئۇلار ساھابىلەرگە تىل تەگكۈزۈشنى جايىز دەپ قارايدۇ. زەيد ئىبنى ئەلى ئۇلارنى ساھابىلەرگە تىل تەگكۈزۈشتىن چەكلىگەندە، ئۇلار زەيد ئىبنى ئەلىدىن ۋاز كەچكەنلىكى ئۈچۈن رافىزىلار (تەرك ئەتكۈچىلەر) دەپ ئاتالغان.

الرافعي (مصطفى صادق): (رافىئى، مۇستافا سادىق) (ھ 1297 ـ 1355 / م 1880 ـ 1937). مىسىرلىق ئەدىب. ئۇنىڭ تاھا ھۈسەيىننىڭ «جاھىلىيەت شېئىرلىرى توغرىسىدا» ناملىق كىتابىغا رەددىيە بېرىپ يازغان "تحت راية القرآن" «تەھتە رايەتىل قۇرئان» (قۇرئان بايرىقى ئاستىدا) ناملىق ئەسىرى ۋە "إعجاز القرآن" «ئىئجازۇل قۇرئان» (قۇرئان مۆجىزىسى)، "تاريخ آداب العرب" «تارىخۇ ئادابىل ئەرەب» (ئەرەب ئەدەبىيات تارىخى) ناملىق كىتابلىرى بار.

رامَ الله: (رامىئاللاھ). پەلەستىندىكى ساياھەت شەھىرى، قۇددۇس رايونىغا تەۋە.

رَاوَنْدِيَّةٌ، الراوندية: (راۋەندىيە). ئابباسىيلار دەۋرىدىكى شىئەلەرنىڭ بىر پىرقىسى. ئۇلار سەككىزىنچى ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا خۇراساندا مەيدانغا كېلىپ، ئۇزاق پۇت تىرەپ تۇرالمىغان. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئىماملىقنى ئەلىدىن مۇھەممەد ئىبنى ھەنەفىيگە، ئاندىن ئۇنىڭ ئوغلىغا، ئاندىن ۋەسىيەت بىلەن ئابباسىيلارغا ئۇلايدىغانلارمۇ بار. يەنە ئۇلارنىڭ ئىچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن، قانداقتۇر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىسى بىلەن پەيغەمبىرىمىزنىڭ تاغىسى ئابباسقا ئۇلايدىغانلار بار. ئۇلار: «ئادەم ئۆلگەندە روھىي كۆچىدۇ»، دەپ قارايدۇ.

الرِّباط: (رىبات). ماراكەشنىڭ پايتەختى، ماراكەشنىڭ غەربىي شىمالىدىكى ئاتلانتىك ئوكيان ساھىلىغا جايلاشقان شەھەر. 12 ـ ئەسىردە مۇۋەھھىدلەر سۇلتانى ئابدۇلمۇئمىن بۇ شەھەرنى ھەربىي قەلئە قىلغان.

ربيعة خاتون (الصاحبة): (رەبىيئە خاتۇن، ساھىبە) (ھ ؟ ـ 643 / م ؟ ـ 1245). سالاھۇددىن ئەييۇبىينىڭ ھەمشىرىسى. خاتۇنىيە مەدرىسىسىنى قۇرغان. بۇ مەدرىسە ھازىرمۇ ئاۋاتلىشىپ تۇرماقتا.

الرُّسْتمِيُّون أو الدولة الرُّسْتمِيَّةُ: (رۇستەمىيۇن، دەۋلەتۇررۇستەمىييە) (ھ 160 ـ 94 / م 776 ـ 906). تاھىرتتا بەرپا قىلىنغان رۇستەمىيلەر دۆلىتى. بۇ دۆلەتنىڭ قۇرغۇچىسى قازى ئابدۇرراھمان ئىبنى رۇستەم. بۇ دۆلەت ئىبازىيە دۆلىتى دەپمۇ ئاتىلىدىغان بولۇپ، ئۆز ۋاقتىدا ئالجىرىيىنىڭ كۆپ قىسمىنى، تۇنىسنىڭ جەنۇبىي يېرىمىنى، لىۋىيىنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمىنى ئۆز ئىچىگە ئالاتتى.

رسالة الغفران: (رىسالەتۇلغۇفران). ئەبۇلئەلائىل مەررىنىڭ نەسرىي ئەسىرى. ئاپتورنىڭ بۇ ئەسىرى دوستى ئىبنى قارىھنىڭ ئەۋەتكەن خېتىگە جاۋابەن يېزىلغان بولۇپ، ئەرەب نەسىرچىلىكىنىڭ ئەڭ يۈكسەك نامايەندىسى ھېسابلىنىدۇ. ئاپتور بۇ رىسالىدە دوستى ئىبنى قارىھ بىلەن ساياھەت

قىلغانلىقى، جەننەت ۋە دوزاخنى زىيارەت قىلىپ، ئۇ يەردە شائىرلار، ئوبزورچىلار، راۋىيلار ۋە گىراممانىكلار بىلەن ئۇچرىشىپ، ئۇلار بىلەن ئەدەبىي سۆھبەتتە بولغانلىقىنى خىيالىي ئۇسلۇبدا بايان قىلغان.

رَشِيد: (رەشىد). مىسىرنىڭ ئوتتۇرا دېڭىز بويىغا جايلاشقان بىر شەھىرى، نىل دەرياسىنىڭ غەرب تەرىپىدە. تەسۋىرىي يېزىقلارنى يېشىشتە ئاچقۇچلۇق رول ئوينىغان "حجر رشيد" «ھەجەرۇ رەشىد» (رەشىد تېشى) مۇشۇ شەھەرگە نىسبەت بېرىلىدۇ.

رشيد أيوب: (رەشىد ئەييۇب) (ھ 1287 ـ 1359 / م 1871 ـ 1941). شائىر. لىۋاندا تۇغۇلۇپ، ئامېرىكىدا ۋاپات بولغان. ياش ۋاقتىلىرىدا فرانسىيە، ئامېرىكىلاردا كۆچمەن بولۇپ ياشىغان. ئۇ "الرابطة القلمية" «رابىتەتۇل قەلەمىييە» (قەلەمكەشلەر ئۇيۇشمىسى)نىڭ قۇرغۇچىلىرىدىن بىرى. ئۇنىڭ ئۈچ شېئىرىي دىۋانى بار.

الرشيد، مولاي الرشيد بن الشريف بن علي: (رەشىد، رەشىد ئىبنى شەرىف ئىبنى ئەلىي) (ھ 1040 ـ 1083 / م 1630 ـ 1672). ماراكەش سۇلتانى. ھازىرقى ئەلەۋىيە سۇلالىسىنىڭ قۇرغۇچىسى.

الرشيد، عبد العزيز بن أحمد: (رەشىد، ئابدۇلئەزىز ئىبنى ئەھمەد) (ھ ?ـ 1357 /? ـ 1938م). كۇۋەيتلىك ئەدەب، ژۇرنالىست ۋە تارىخشۇناس. ئۇنىڭ "تاريخ الكويت" «تارىخۇل كۇۋەيت» (كۇۋەيت تارىخى) ناملىق ئەسىرى بار. ئۇ "الكويت" «ئەلكۇۋەيت» نامىدا ئايلىق ژۇرنال چىقارغان.

رَشيق، ابن رشيق، أحمد أبو العباس: (رەشىق، ئىبنى رەشىق، ئەھمەد ئەبۇل ئەبباس) (ھ ?ـ 442 / م ?ـ 1050). ئەدەب. ئەندەلۇسقا ۋەزىر بولغان، ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرگەن. ئۇنىڭ مەشھۇر رىسالىلىرى بار.

رشيق، ابن رشيق القيرواني، أبو علي الحسن: (رەشىق، ئىبنى رەشىق ئەلقەيرىۋانى، ئەبۇ ئەلىي ھەسەن) (ھ 383 ـ 457 / م 995 ـ 1064). ئەدەب، شائىر، تارىخشۇناس ۋە ئوبزورچى. ئالجىرىيىنىڭ مۇھەممەدىيە دېگەن يېرىدە تۇغۇلغان. قەيرىۋاندا ياشىغان. ئۇنىڭ "العمدة في صناعة الشعر ونقده" «ئەلئۇمدە فى سەنائەتىششېئرى ۋە نەقدىھى» (شېئىرىيەت ۋە ئوبزورچىلىق ئاساسى)، "قراضة المذهب" «قۇرازەتۇلمەزھەب»، "تاريخ القيروان" «تارىخۇل قەيرىۋان» (قەيرىۋان تارىخى) قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

الرُّصَافَة: (رۇسافە). 1. شام سەھراسىدىكى قەدىمىي شەھەر. 2. باغدادنىڭ شەرق تەرىپى، يەنى كەرخ ۋە رۇسافە.

الرُّصَافِيُّ، معروف: (رۇسافىي، مەئرۇف) (ھ 1294 ـ 1356 / م 1877 ـ 1945). ئىراقلىق شائىر، ئەدەب، يېڭى زامان ئەدەبىي گۈللىنىشىنىڭ بايراقدارى. باغدادتا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "ديوان الرصافي" «ئەددىۋانى رۇسافىي»، "محاضرات في الأدب العربي" «مۇھازەرات فىل ئەدەبىل ئەرەبى» (ئەرەب ئەدەبىياتىدىن لېكسىيەلەر) قاتارلىق نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار. ئۇنىڭ شېئىرلىرى ئالاھىدە ئىجتىمائىي ۋە سىياسىي خاراكتېرغا ئىگە.

الرضا، علي بن موسى الكاظم: (رىزا، ئەلى ئىبنى مۇساكازىم) (ھ 153 ـ 203 / م 770 ـ

818). شـــئه مەزھىپـــى ئىمـــامىيە پىرقىسىدىكىلەرنىڭ سەككىزىنچى ئىمامى. ئۇنىڭغا ئاباسىي خەلىپىسى مەئمۇن قىزىنى بېرىپ، ئۆزىدىن كېيىن خەلىپە بولۇشىنى ۋەسىيەت قىلغان. ئۇنىڭ قەبرىسى ئىراننىڭ مەشھەد شەھىرىدە.

رضا، محمد رشيد: (رىزا، مۇھەممەد رەشىد) (ھ 1282ـ1354 / م 1865ـ1935). لىۋانلىق ئەللامە، فەقىھ ۋە ئىسلاھاتچى. مىسىردا شەيخ مۇھەممەد ئابدۇغا شاگىرت بولۇپ، ئۇنىڭ دىنىي ۋە ئىجتىمائىي ئىسلاھات توغرىسىدىكى كۆزقاراشلىرىنى تەشۋىق قىلىش ئۈچۈن مەشھۇر "المنار" «ئەلمەنار» ژۇرنىلىنى چىقارغان. ئۇنىڭ مۇھەممەد ئابدۇ سۆزلىگەن قۇرئان تەپسىرى دەرسلىرىگە ئاساسەن يېزىپ چىققان "تفسير المنار" «تەفسىرۇل مەنار» ناملىق قۇرئان تەپسىرى بار.

الرِّفَاعِيُّ، أبو العباس أحمد الحسيني: (رەفائىي، ئەبۇلئەبباس ئەھمەد ھۇسەينى) (ھ ?ـ578 / م ?ـ182). ئىراقنىڭ ۋاسىت دېگەن يېرىدە تۇغۇلغان. مەشھۇر تەرىقەتچى. رەفائىيە تەرىقىتىنىڭ ئاساسچىسى. ئۇنىڭ تەرىقىتى ئىسلام دۇنياسىنىڭ ھەممە جايلىرىغا تارقالغان. "البيان في تفسير القرآن" «ئەلبايان فى تەفسىرىل قۇرئان» ناملىق قۇرئان تەپسىرىنى يازغان. باغدادتا ۋاپات بولغان.

رُقَيَّة: (روقىيە) (ھ ?ـ2 / م ?ـ624). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خەدىچىدىن تۇغۇلغان قىزى. ئۇتبە ئىبنى ئەبۇ لەھەبكە ياتلىق بولغان. ئۇتبە ئۇنى قويۇۋەتكەندىن كېيىن ئوسمان ئىبنى ئەففانغا ياتلىق بولغان.

الرُّمَّانِيُّ، علي بن عيسى: (رۇممانىي، ئەلى ئىبنى ئىسا) (ھ 296ـ384 / م 908ـ994). تىلشۇناس، مۇپەسسىر. مۇئتەزىلە ئېقىمىدىكى كالامشۇناس. باغدادتا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. "شرح كتاب سيبويه" «شەرھى كىتابى سىبۇەيە»، "كتاب معاني الحروف" «كىتابۇ مەئانىل ھۇرۇف» (ھەرپلەرنىڭ مەنىلىرى توغرىسىدا)، "كتاب الألفاظ المتقاربة والمترادفة المعنى" «كىتابۇل ئەلفازىل مۇتەقارىبەتى ۋەلمۇتەرادىفە» (مەنىسى يېقىن ۋە مەنىداش سۆزلەر لۇغىتى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الرَّوَاقِيَّةُ: (رەۋاقىييە). ۋەھدەتۇل ۋۇجۇد نەزەرىيىسىگە دائىر بىر خىل پەلسەپىۋى قاراش.

الرَّوَاقِيُّون (رەۋاقىييۇن). يۇنانلىق پەيلاسوپ زېنوننىڭ ئەگەشكۈچىلىرى. زېنون ئۇلارغا راۋاقتا ئولتۇرۇپ دەرس ئۆگەتكەنلىكى ئۈچۈن، راۋاقىييۇن دەپ ئاتالغان.

الرُّومي، ابن الرومي، علي بن عباس: (رۇمىي، ئىبنى رۇمىي، ئەلى ئىبنى ئەبباس) (ھ 222ـ283 / م 836ـ896). ئابباسىيلار سۇلالىسى دەۋرىدىكى مەشھۇر شائىر. باغدادتا تۇغۇلغان. دادىسى رۇملۇق، ئانىسى ئىرانلىق. تەبىئەت تەسۋىرلىرىنى يېزىشتىكى ئۆزگىچىلىكى بىلەن داڭ چىقارغان. مىجەزى غەلىتە بولۇپ، كىشىلەرنى ياقتۇرمايتتى.

رُومَا: (رىم، رۇما). ئىتالىيىنىڭ پايتەختى. رىم پاپىسى مۇشۇ شەھەرگە ئورۇنلاشقان. ۋاتىكان مۇشۇ شەھەردە بولغانلىقى ۋە بۇ شەھەرنىڭ مەنزىرىسى ئىنتايىن گۈزەل بولغانلىقتىن، بۇ شەھەر دۇنيا بويىچە زىيارەتچىلەر ئەڭ كۆپ

كېلىدىغان شەھەر ھېسابلىنىدۇ، شۇنىڭدەك ئۇ مۇھىم سودا ـ سانائەت مەركىزى.

الرياض: (رىياد). سەئۇدى ئەرەبىستانى مەملىكىتىنىڭ پايتەختى. بۇ جاي پادىشاھ ئابدۇلئەزىز ئال سەئۇد تەختكە چىققاندىن باشلاپ پايتەخت بولۇپ كېلىۋاتىدۇ. ھەنىفە ۋادىسىدىكى نەجد رايونىغا جايلاشقان. ئۇ ئىنتايىن گۈزەل، زامانىۋى شەھەر بولغانلىقى ئۈچۈن، دۇنيادىكى ئەڭ گۈزەل شەھەرلەر ۋە پايتەختلەر قاتارىدا تۇرىدۇ.

الرَّيْحَانيُّ، أمين: (رەيھانى، ئەمىن) (ھ 1293 ـ 1358 / م 1876 ـ 1940). لىۋانلىق ئەدىب. نيۇ ـ يوركتا كۆچمەنلىك ھاياتىنى بېشىدىن ئۆتكۈزگەن، لىۋاندا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "ملوك العرب" «مۇلۇكۇل ئەرەب» (ئەرەب پادىشاھلىرى)، "تاريخ نجد الحديث" «تارىخۇ نەجدىل ھەدىس»، "الريحانيات" «رەيھانىيات» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

الرَّيْحَانيُّ، نجيب: (رەيھانى، نەجىب) (ھ 1309 ـ 1359 / م 1891 ـ 1949). مىسىردىكى ئەڭ مەشھۇر كومېدىيە تىياتىر ئارتىسى. ئەرەب تىياتىرىنىڭ ئاۋانگارتلىرىدىن. ئۇ ئۆزى تەشكىللىگەن تىياتىر ئۆمىكىنى ئۆز نامى بىلەن ئاتىغان. «كومېدىيە پېرى» دەپ نامى بار.

رِيكَارْدُوس: (رىكاردوس) (ھ 585 ـ 596 / م 1189 ـ 1199). ئەنگلىيە پادىشاھى. ئوكسفوردتا تۇغۇلغان. ئەسكىرى كۈچى ئىنتايىن زور بولغان ئۇچىنچى قېتىملىق ئەھلىسەلىپ يۈرۈشىگە قوماندانلىق قىلغان. ھىجرىيە 588 ـ يىلى (مىلادىيە 1192 ـ يىلى) مەغلۇپ بولۇپ، سالاھىددىن ئەييۇبى بىلەن سۈلھى تۈزۈشكە مەجبۇر بولغان.

رِينَان، أرنست: (رىنان، ئارنىست) (ھ 1239 ـ 1310 / م 1823 ـ 1892). فرانسىيىلىك شەرقشۇناس.

الرَّي: (رەي). ئىراننىڭ تېھران رايونىغا جايلاشقان بىر شەھىرى. بۇ شەھەرنى مۇسۇلمانلار ئۆمەر ئىبنى خەتتاب دەۋرىدە فەتھى قىلغان. مەشھۇر خەلىپە ھارۇن رەشىد مۇشۇ شەھەردە تۇغۇلغان.

# ز

زُبَيْدَةُ بنت جعفر: (زۇبەيدە بىنتى جەئفەر) (ھ ?ـ216 / م ?ـ831). ئاباسىيلار خەلىپىسى ھارۇن رەشىدنىڭ تاغىسىنىڭ قىزى بولۇپ، ھارۇن رەشىد ئۇنى ئەمرىگە ئالغان. ھارۇن رەشىدنىڭ ئوغلى ئەمىن زۇبەيدەدىن تۇغۇلغان.

الزَّبِيْدِيُّ، مرتضى: (زەبىيدىي، مۇرتەزا) (ھ 1145ـ1205 / م 1732ـ1790). مەشھۇر تىلشۇناس، مۇھەددىس. ھىندىستاندا تۇغۇلغان، يەمەندىكى زەبىد شەھرىدە ئۆسۈپ يېتىلگەن، ھاياتىنىڭ كۆپ قىسمىنى قاھىرەدە ئۆتكۈزگەن. ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئەسىرى "تاج العروس" «تاجۇل ئۇرۇس» ناملىق لۇغەتتۇر.

الزُّبَيْدِيُّ، أبو بكر محمد بن الحسن: (زۇبەيدىي، ئەبۇ بەكرى مۇھەممەد ئىبنى ھەسەن) (ھ 314ـ379 / م 926ـ989). ئەندەلۇسلۇق تىلشۇناس. ئىشبىلدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "مختصر العين" «مۇختەسەرۇل ئەين»، "طبقات النحويين واللغويين" «تەبقاتۇننەھۋىيىن ۋەللۇغەۋىيىن»، "لحن العامة" «لەھنۇل ئاممە» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

الزُّبَيْر: (زۇبەير). ئىراقنىڭ جەنۇبىدىكى بەسرەگە تەۋە بىر شەھەر.

الزُّبَيْرُ بنُ العَوّام: (زۇبەير ئىبنى ئەۋۋام). ئۇلۇغ ساھابە، جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بېرىلگەن ئون كىشىنىڭ بىرى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاممىسىنىڭ ئوغلى. ئۇ ئون ئالتە يېشىدا مۇسۇلمان بولغان. رەسۇلۇللاھ بىلەن ھەممە ئۇرۇشلارغا قاتناشقان، جەمەل ئۇرۇشىدا ھەزرىتى ئائىشە تەرەپتە تۇرغان.

الزِّبْرِقَانُ: (زەبرىقان). ئىبنى بەدرى تەمىمى. شائىر. ئۇ بەنى تەمىمنىڭ چوڭلىرى بىلەن رەسۇلۇللاھنىڭ ھوزۇرىغا كېلىپ مۇسۇلمان بولغان.

الزجاج، أبو إسحاق، إبراهيم بن السريّ بن سهل: (زەججاج، ئەبۇ ئىسھاق، ئىبراھىم ئىبنى سىررىي ئىبنى سەھل) (ھ 241ـ311 / م 855ـ923). لۇغەتشۇناس، ئىمام مۇبەررىدنىڭ شاگىرتى. خەلىپىنىڭ بالىسىغا ئۇستازلىق قىلغان. "معاني القرآن" «مەئانىل قۇرئان» (قۇرئان مەنالىرى)، "الاشتقاق" «ئەلئىشتىقاق»، "إعراب القرآن" «ئىئرابۇل قۇرئان»، "الأمالي" «ئەلئەمالى» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان.

الزَّرْقَاء: (زەرقا). ئىئوردانىيىگە تەۋە بىر شەھەر بولۇپ، ئەتراپىنى بىپايان مۇنبەت زېمىن قورشاپ تۇرىدۇ.

الزرقاني (أبو عبد الله محمد): (زەرقانى ـ ئەبۇ ئابدۇللاھ مۇھەممەد) (ھ ?ـ1122 / م ?ـ1710). مىسىرلىق بولۇپ، مالىكىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. ھەدىس ساھەسىدىكى يېتۈك ئالىم. ئۇنىڭ ھەدىس ساھەسىدە "شرح

البيقونية" «شەرھىل بەيقۇنىيە»، "شرح المواهب اللدنية" «شەرھىل مەۋاھىبىل لەدۇنىيە»، "شرح موطأ الإمام مالك" «شەرھى مۇۋەتتا ئىمام مالىك» ناملىق كىتابلىرى بار.

الزَّرْكَشِيُّ، بدر الدين محمد بن بهادر: (زەركەشى، بەدرۇددىن مۇھەممەد ئىبنى باھادىر) (ھ ؟ـ794 / م ؟ـ1392). شافىئى مەزھىپىدىكى فەقىھ، قاھىرەدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ ئۇسۇلى فىقھى ھەققىدە يازغان "البحر المحيط" «ئەلبەھرۇل مۇھىت»، "لقطة العجلان" «لۇقتەتۇلئەجلان»، "الديباج في توضيح المنهاج" «ئەددىيباجۇ فى تەۋزىيھىل مىنھاج» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

الزِّرِكْلِيُّ، خير الدين: (زىركىلى، خەيرۇددىن) (ھ 1311ـ1396 / م 1893ـ1976). سۈرىيىلىك يازغۇچى، تارىخشۇناس، شائىر ۋە سىياسىيون، ئۇنىڭ مەشھۇر زاتلارنىڭ تەرجىمىھالى ھەققىدە يازغان ئون توملۇق ئەسىرى ئەڭ مەشھۇر ئەسەردۇر.

زِرْيَابُ، أبو الحسن علي بن نافع: (زىرياب، ئەبۇلھەسەن ئەلى ئىبنى نافىئ) (تەخمىنەن ھ ؟ـ230 / م ؟ـ845). ئەندەلۇسلۇق داڭلىق مۇزىكانت. باغدادتا تۇغۇلغان. ئىبراھىم مەۋسىل ۋە ئۇنىڭ ئوغلى ئىسهاقتىن مۇزىكا ئۆگەنگەن.

زُعَيْتِر، عادل بن الشيخ عمر: (زۇئەيتىر، ئادىل ئىبنى شەيخ ئۇمەر) (ھ 1315ـ1377 / م 1897ـ1957). پەلەستىنلىك ئەدىب، ھوقۇقشۇناس ۋە سىياسىيون، داڭلىق فرانسۇز تىلى تەرجىمانى.

زَغْلُول، سعد: (زەغلۇل، سەئد) (ھ 1274ـ1346 / م 1857ـ1927). مىسىرلىق سىياسىيون. مىسىرنى ئەنگلىيە مۇستەملىكىسىدىن ئازاد قىلىش ۋە مىللىي ئازادلىق ھەرىكىتىنىڭ قوماندانى. ئۇ رابىيە قوزغىلىڭىغا قاتناشقان، مۇستەقىللىق تەلەپ قىلىش ئۈچۈن تەشكىللەنگەن مىسىر ئۆمىكىگە باشچىلىق قىلغان. ھىجرىيە 1343 (1924م)-يىلى مىنىستىرلار كابىنېتى تەشكىللەشكە مەسئۇل بولغان، ئەلۋەفد پارتىيىسىنى قۇرغان.

زفر بن الهزيل بن قيس البصري: (ئىمام زۇفەر، زۇفەر ئىبنى ھۇزەيل ئىبنى قەيس بەسەرى) (ھ 110ـ158 / م 729ـ775). ئىمام ئەزەم — ئەبۇ ھەنىفىنىڭ كۆزگە كۆرۈنگەن شاگىرتلىرىدىن بولۇپ، ئىمام ئەزەم ئۇنىڭغا ھۆرمەت بىلەن قارايتتى ۋە «زۇپەر مېنىڭ شاگىرتلىرىمنىڭ ئىچىدە ئىلمى قىياستا ھەممىدىن ئۈستۈن تۇرىدۇ» دەيتتى. ئىمام زۇپەر توي قىلىدىغان چاغدا ئىمام ئەزەمنىڭ نىكاھ ئوقۇپ بېرىشىنى ئىلتىماس قىلغان. ئىمام ئەزەم ئوقۇغان نىكاھ خۇتبىسىدە: «زۇپەر بولسا مۇسۇلمانلارنىڭ پېشۋالىرىدىن بىرىدۇر. شەرەپ، پەزىلەت ۋە نەسەبتە كۆزگە كۆرۈنگەن زاتتۇر» دېگەن. بۇ زات ئىمام ئەبۇ يۇسۇف بىلەن مۇنازىرىلەشەتتى، سۆزمەن ئىدى. ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەك: مەن زۇپەرنىڭ «مادامىكى ھەدىس ياكى ساھابىلەرنىڭ سۆزى بولىدىكەن، بىز قىياس بويىچە ئىش قىلمايمىز» دېگىنىنى ئاڭلىغانىدىم، دەيدۇ.

الزَّقَازِيقُ: (زەقازىق). مىسىردىكى بىر شەھەر، شەرقىي رايونىنىڭ مەركىزى، بىرزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرى تىجارىتىدە ئالاھىدە ئورۇنغا ئىگە.

زَكَرِيَّا: (زەكەرىيا). بەنى ئىسرائىل پەيغەمبەرلىرىدىن بىرى. مىلادىيىدىن

ئۆلگىرىكى 6-ئەسىرلەردە ياشىغان. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى «قۇرئان كەرىم»دە سەككىز ئورۇندا تىلغا ئېلىنىدۇ. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام يەھيا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاتىسىدۇر. ئۇنىڭ نەسەبى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى مەريەمنى ئۆز تەربىيىسىگە ئالغان. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام ئورنىنى باسىدىغان بىرەر پەرزەنتى بولۇشىنى ئاللاھدىن تىلەپ دۇئا قىلغان. بۇ چاغدا زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام توقسان ياشتىن ئاشقان بولىسىمۇ، ئاللاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ، يەھيا ئىسىملىك بىر ئوغۇل پەرزەنت بىلەن خۇش خەۋەر بەرگەن. ئاللاھ ئۇنىڭ كىشىلەر بىلەن ئۈچ كۈن سۆزلىشىشكە قادىر بولالمايدىغانلىقىنى بۇنىڭ ئالامىتى قىلغان. بۇ ئۈچ كۈن ئىچىدە زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام پەقەت ئىشارەت ئارقىلىقلا سۆزلەشكەن. يەھيا ئەلەيھىسسالام تۇغۇلۇپ، ئۆسۈپ، چوڭ بولۇپ، ئاتىسىنىڭ ئورۇنباسارى بولۇپ قالغان.

الزمخشري، محمود بن عمر أبو القاسم جار الله: (زەمەخشەرى، مەھمۇد ئىبنى ئۆمەر ئەبۇلقاسىم جارۇللاھ) (ھ 467-538 / م 1074-1143). خارەزىمنىڭ زەمەخشەر دېگەن يېرىدىن. مەشھۇر ئالىم. ھەنەفىي مەزھىپىدىكى پېشىۋا بولۇپ، مۇئتەزىلە قارىشىدا ئىدى. نۇرغۇن ساھەلەردە كۆپ ئەسەرلەرنى يازغان. "تفسير كشاف" «تەفسىر كەششاف» ناملىق مەشھۇر تەپسىر مۇشۇ زاتنىڭ ئەسىرىدۇر. ئۇ "الفائق" «ئەلفائىق»، "أساس البلاغة" «ئاساسۇل بالاغەت» ناملىق لۇغەت كىتابلىرىنى يازغان. يەنە "ربيع الأبرار" «رەبىئۇل ئەبرار»، "النصائح الكبار" «ئەننەسائىھۇل كەبار»، "النصائح الصغار" «ئەننەسائىھۇسسىغار»، مىراس ئىلمىغا ئائىت "الرائض في علم الفرائض" «ئەررائىز فى ئىلمىل فەرائىز»، گراماتىكىغا ئائىت "المفصل" «ئەلمۇفەسسەل»، "الأنموذج" «ئەلئەنمۇزەج»، "شقائق النعمان" «شەقائىقۇننوئمان» قاتارلىق كىتابلارنى يازغان. مەككىدە يەرلىشىپ قالغانلىقى ئۈچۈن «جارۇللاھ» دەپ ئاتالغان. بەزىلەر ئۇنىڭ ئەسەرلىرىنىڭ سانى ئوتتۇزغا يېتىدۇ، دەپ قارىشىدۇ.

الزنجاني (عز الدين): (زەنجانى، ئىززۇددىن) (ھ ?-655 / م ?-1257). باغدادتا ياشىغان تىلشۇناس. دىيارىمىزدىكى مەدرىسلەردە ئوقۇلىدىغان "تصريف الزنجاني" «تەسرىفۇززەنجانى» (زەنجانى) ناملىق مورفولوگىيىگە دائىر كىتابىنىڭ مۇئەللىپى.

زَنوبيا: (أو الزباء، أو زينب) (زەنۇبىيا، زەببا، زەينەپ) (م ?-277). جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن ئەرەب ئايال پادىشاھى. مىلادىيە 266-يىلىدىن 272-يىلىغىچە تەختتە ئولتۇرغان. رىملىقلار بىلەن ئۇرۇش قىلىپ، ئۇلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلغان، لېكىن ئاخىرىدا مەغلۇپ بولۇپ، ئەسىرگە چۈشۈپ، رىمغا ئېلىپ بېرىلغان.

الزَّهْرَاءُ، فاطِمة: (زەھرا، فاتىمە) (ھ ?-11 / م ?-632). زەھرا رەسۇلۇللاھنىڭ قىزى فاتىمەنىڭ لەقىبى. ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبنىڭ ئايالى، ئىمام ھەسەن، ئىمام ھۇسەيىنلەرنىڭ ئانىسى. فاتىمىلەر سۇلالىسى ئۇنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان.

الزَّهْرَاءُ: (زەھرا). ئەندەلۇس سارايلىرىنىڭ بىرى.

الزَّهراوِيُّ، أبو القاسم خلف بن عباس: (زەھراۋىي، ئەبۇلقاسىم خەلەف ئىبنى ئەبباس)

(ھ 422 ـ 500 / م 1030 ـ 1106). قۇرتۇبەلىك تاشقى كېسەللىكلەر دوختۇرى. ئۇنىڭ تاشقى كېسەللىكلەر توغرىسىدا "التصريف لمن عجز عن التأليف" «ئەتتەسرىيف لىمەن ئەجەزە ئەنىتتەئلىيف» ناملىق كىتابى بار، بۇ كىتاب لاتىنچىغا تەرجىمە قىلىنغان.

زهير بن أبي سلمى: (زۇھەير ئىبنى ئەبۇ سەلما) (تەخمىنەن م 530 ـ 627). جاھىلىيەت شائىرى. جاھىلىيەت دەۋرىدە كەئبىگە ئېسىلغان شېئىرلارنىڭ ئاپتورلىرىدىن بىرى. ئۇ نازۇك تەسۋىر، مۇكەممەل ئىبارىلەر بىلەن تويۇنغان ھېكمەتلىك شېئىرلارنى يازاتتى. ئۆز دەۋرىسىدىكى شائىرلارنىڭ سەردارى ھېسابلىناتتى. ئۇنىڭ «مۇئەللەقات» قەسىدىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، ئۇرۇش، مەدھىيە ۋە ئېيتىشارلىنىش قاتارلىق مەزمۇنلاردىكى بىر شېئىرىي دىۋانى بار.

الزَّيْتُونَةُ: (زەيتۇنە). تۇنىستىكى بىر ئۇنىۋېرسىتېت. ئۇنى ئۇبەيدۇللاھ ھەببھاب ھىجرىيە 114 ـ يىلى (مىلادىيە 732 ـ يىلى) قۇرغان. كېيىن مەخسۇس ئىسلام دىنى ئوقۇتۇش ۋە تەتقىقات مەركىزى بولغان. ھىجرىيە 1352 ـ يىلى (مىلادىيە 1933 ـ يىلى) رەسمىي ئۇنىۋېرسىتېت بولۇپ قۇرۇلغان.

زِيَادُ، ابن أبيه: (زىياد، ئىبنى ئەبىھ) (ھ ?ـ 53 / م ?ـ 673). مەشھۇر قوماندان. نۇرغۇن جەڭلەر ئۇنىڭ قوماندانلىقىدا غەلىبە بىلەن ئاياغلاشقان. ئۇ ئىنتايىن ناتىق ۋە ھەر تەرەپلىمە يېتىشكەن زات ئىدى. مۇئاۋىيە ئۇنى ئىراقتا ۋالىيلىققا تەيىنلىگەن.

زَيْد، أبو زيد الأنصاري، سعيد بن أوس: (زەيد، ئەبۇ زەيد ئەنسارىي، سەئىد ئىبنى ئەۋس) (ھ 121 ـ 217 / م738 ـ 831). بەسرە ـ لىك تىلشۇناس ئەدىب. "النوادر في اللغة" «ئەننەۋادىر فىللۇغە» (كەم ئۇچرايدىغان سۆزلەر)، "الهمز" «ئەلھەمزە» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

زَيْدُ، بن ثابت: (زەيد، ئىبنى سابىت) (ھ ?ـ 45 / م ?ـ 665). ۋەھيى خاتىرىلىگۈچى ساھابە. ئۇ ئەھكام، پەتىۋا، قىرائەت ۋە مىراس ئىلمىدە چوڭقۇر مەلۇماتلىق زات ئىدى.

زَيْدُ، بن حارثة: (زەيد، ئىبنى ھارىسە). ئۇلۇغ ساھابە، رەسۇلۇللاھنىڭ ئازادكەردىسى، ئەرلەر ئىچىدىكى مۇسۇلمان بولغانلارنىڭ ئىككىنچىسى. قەھرىمانلىقى ۋە پىكرىنىڭ توغرىلىقى بىلەن تونۇلغان بولۇپ، مۇئتە ئۇرۇشىدا شېھىت بولغان.

زيد، بن عَلِيّ بن الحسين بن علي بن أبي طالب: (زەيد ئىبنى ئەلى ئىبنى ھۇسەيىن ئىبنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب) (ھ 80 ـ 122 / م 699 ـ 740). تەقۋادار ئالىم. شىئە زەيدىيە مەزھىپى مۇشۇ زاتقا نىسبەت بېرىلىدۇ. كۇفىدە شېھىت بولغان.

زَيْد، أبو زيد الهلالي: (زەيد، ئەبۇ زەيدىل ھىلالى). بەنى ھىلال قىسسىلىرىدىكى خەلق قەھرىمانى.

زيدان، جورجي: (زەيدان، جورجى زەيدان) (ھ 1278 ـ 1333 / م 1861 ـ 1914). لىۋانلىق ئەدىب ۋە تارىخشۇناس. ئىلمىي گۈللىنىشنىڭ مەشھۇر ۋەكىللىرىدىن. قاھىرەگە كۆچۈپ بېرىپ شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "تاريخ التمدن الإسلامي" «تارىخۇتتەمەددۇنىل ئىسلامىي» (ئىسلام مەدەنىيەت تارىخى)، "تاريخ آداب اللغة العربية" «تارىخۇ ئادابىللۇغەتىل ئەرەبىيە» (ئەرەب تىلى ئەدەبىياتى تارىخى) ناملىق ئەسەرلىرى

مەشھۇر. ئۇنىڭ يەنە بىر قاتار تارىخىي رومانلىرىمۇ بار.

الزَّيْدِيَّة: (زەيدىيە). شىئەلەرنىڭ بىر تائىپىسى. زەيد ئىبنى ئەلى ئىبنى ھۈسەيننى ئىمام دەپ ئېتىقاد قىلىدۇ. بۇ مەزھەپ يەمەنگە تارقالغان بولۇپ، ھېلىمۇ شۇ يەردە مەۋجۇت.

زين العابدين بن إبراهيم بن نجم الحنفي: (زەينۇل ئابىدىن ئىبنى ئىبراھىم ئىبنى نەجمۇلھەنەفىي) (ھ ?ـ969 / م ?ـ1562). ھەنەفىي مەزھىپىدىكى كاتتا ئالىم. نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان. "شرح الكنوز"«شەرھۇل كۇنۇز» نامى بىلەن مەشھۇر بولغان "بحر الرائق" «بەھرۇر رائىق» ناملىق كىتاب ئۇنىڭ مۇھىم ئەسەرلىرىدىندۇر. ئۇنىڭدىن باشقا ئۇ يەنە "شرح المنار" «شەرھۇل مەنار»، "الأشباه والنظائر" «ئەلئەشباھ ۋەننەزائىر»، "لب الأصول" «لۇببۇل ئۇسۇل»، "الفتاوى" «ئەلفەتاۋا» قاتارلىق مۆتىۋەر ئەسەرلەرنى يازغان.

زَيْنَبُ بنت علي بن أبي طالب: (زەينەب بىنتى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب) (ھ ?ـ62 / م ?ـ682). كەربالا ئۇرۇشىغا قاتنىشىپ، ئەسىرلەر بىلەن كۇفىگە، ئاندىن شامغا ئېلىپ بېرىلغان. "بطلة كربلاء" «بەتەلەتۇ كەربالا» (كەربالا قەھرىمانى) دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان.

زينب بنت محمد: (زەينەب بىنتى مۇھەممەد) (ھ ?ـ8 / م ?ـ630). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خەدىچىدىن تۇغۇلغان چوڭ قىزى. ئەبۇلئاس ئىبنى رەبىئكە ياتلىق بولغان.

زيني دحلان (أحمد): (زەينى دەھلان، ئەھمەد) (ھ 1232ـ1304 / م 1817ـ1887). مەككىلىك فەقىھ، تارىخشۇناس. مەككىدە مۇفتى ۋە مۇدەررىس بولۇپ، مەدىنىدە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "الفتوحات الإسلامية" «ئەلفۇتۇھاتۇل ئىسلامىيە» (ئىسلام فەتىھلىرى)، "تاريخ الدولة الإسلامية" «تارىخۇددەۋلەتىل ئىسلامىيە» (ئىسلام تارىخى) ۋە "السيرة النبوية" (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

# س

السّاسانيُّون: (ساسانىيۇن). ساسانىيلار. پارسلارنىڭ ئاخىرقى خاندانلىقى بولۇپ، مۇسۇلمانلار مىلادىيە 640-يىلى پېرسىيىنى فەتھى قىلغانغا قەدەر ھۆكۈم سۈرگەن. ئۇنىڭ مەشھۇر ھۆكۈمدارلىرى: شابۇرII (م 309-379)، كىسرا نۇشىرىۋانI (م 531-579)، كىسرا نۇشىرىۋانII (م 590-628)، ئەڭ ئاخىرقى پادىشاھى يەزدەجىرIII. ئۇنىڭ زامانىدا مۇسۇلمانلار پېرسىيىنى فەتھى قىلغان.

ساطِعُ الحُصَري: (ساتىئ ھۇسەرى) (ھ 1299-1390 / م 1881-1970). مەشھۇر ئەرەبىزىم نەزەرىيىچىسى. ئىدېئولوگىيە ۋە تەلىم-تەربىيە ساھەسىدىكى بايراقدار شەخس. يەمەندە تۇغۇلۇپ، قاھىرەدە ۋاپات بولغان. ئەرەب مىللەتچىلىكى پەيلاسوپى دەپ نام ئالغان. «ئەرەب مىللەتچىلىكى»، «ئەرەبىزىم»، «تەربىيە ۋە مەدەنىيەت توغرىسىدا» ناملىق ئەسەرلەر ئۇنىڭ مەشھۇر ئەسەرلىرىدۇر.

سالم بن عبدالله بن عمر بن الخطاب القرشي العدوي: (سالىم ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇمەر ئىبنىل خەتتابىل قۇرەشىل ئەدەۋىي) (ھ ?-106 / م ?-725). مەدىنىدىكى يەتتە فەقىھنىڭ بىرى، شۇنداقلا تابىئىنلارنىڭ كاتتا ئالىملىرىدىن سانىلاتتى، مەدىنىدە ۋاپات بولغان.

سالم بن معقل: (سالىم ئىبنى مەئقەل) (ھ ?-12 / م ?-633). ساھابىلەرنىڭ چوڭلىرىدىن. ئەمرى ئىبنى ئاسىنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «قۇرئاننى ئابدۇللاھ، سالىم، مۇئاز ۋە ئۇبەي ئىبنى كەئەبتىن ئۆگىنىڭلار».

سامان: (سامان). شەرقىي خۇراساندىكى يۇرت بولۇپ، بەلخكە تەۋە. سامانىيلار دۆلىتى مۇشۇ شەھەرنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان.

السامانيون: (سامانىيۇن). ھىجرىيە 261-390 (م 874-999)-يىللىرى خۇراسان ۋە ماۋەرائۇننەھرگە ھۆكۈمرانلىق قىلغان سۇلالە. بۇ سۇلالە سامان خەداھ دېگەن كىشىگە نىسبەت بېرىلىدۇ. ئۇنىڭ تۆت نەۋرىسى نۇھ، ئەھمەد، يەھيا، ئىلياسلار مەئمۇن خەلىپە تەرىپىدىن سەمەرقەند، پەرغانە، شاش، تاشكەنت ۋە ھىراتتا ۋەزىپىگە تەيىنلەنگەن ۋالىيلار ئىدى.

سامَرّاء: (سامەرراء). ئىراقنىڭ دەجلە دەرياسى بويىدىكى بىر شەھەرى. بۇ جاي "سر من رأى" «سەررە مەن رائا» (خۇشاللىق شەھەرى) دەپمۇ ئاتىلىدۇ. خەلىپە مۇئتەسىم ھىجرىيە 221 (م 836)-يىلى ئۇنى پايتەخت قىلغان.

السامِري: (سامىرىي). بەنى ئىسرائىل قەۋمى ئىچىدىكى بىر ئادەم. مۇسا ئەلەيھىسسالام يوق چاغدا مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قوۋمىنى ئازدۇرۇپ، ئۇلارنى

زىننەت بۇيۇملىرىنى ئوتقا تاشلاشقا بۇيرۇپ، ئۇلار ئۇچۇن ئالتۇندىن موزاي ياسىغان. بەنى ئىسرائىل ھارۇننىڭ ئاگاھلاندۇرۇشىغا قارىماي شۇ موزايغا چوقۇنغان. ﴿فكذلك ألقى السامري فأخرج لهم عجلا جسدا له خوار﴾ «سامىرىمۇ (ئۆزى ئېلىپ چىققان زىبۇزىننەتلىرىنى) تاشلىدى، سامىرى (ئېرىتىلگەن زىبۇزىننەتلەردىن) ئۇلار ئۇچۇن بىر موزاي ھەيكەل ياسىدى، ئۇنىڭدىن موزاينىڭ ئاۋازىغا ئوخشاش ئاۋاز چىقاتتى». (قۇرئان كەرىم)

السامِيَّة: (سامىيە). ئۇزاق زامانلاردىن بېرى ئاسىيا، ئافرىقا ئەللىرىدە تارقالغان بەزى تىللارنىڭ ئومۇمىي ئاتىلىشى. بۇ تىللارنىڭ بەزىلىرى ئىستېمالدىن قالغان، بەزىلىرى ھازىرمۇ قوللىنىلىۋاتىدۇ.

السّامِيّون: (سامىيلار). يىلتىزى نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى سامغا تۇتىشىدىغان بەزى مىللەتلەرگە قارىتا ئېيتىلىدۇ. بۇ ئەرەبلەر، ئاكادىيلار، بابىلىيلار، ئاشۇرىيلار، كەنئانلار، فىنىقىيلار، ئىبرانىيلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

السُّبْكِي، عبد الوهاب بن علي تاج الدين: (سۇبكىي، ئابدۇلۋەھھاب ئىبنى ئەلى تاجىددىن) (ھ ?ـ 771 / م ?ـ 1370). شافىئىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. قاھىرەدە تۇغۇلۇپ، دەمەشقتە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئەسەرلىرى "طبقات الشافعية الكبرى" «تەبەقاتۇششافىئىيەتىل كۇبرا» (شافىئىي ئۆلىمالىرىنىڭ تەرجىمىھالى) ۋە فىقھىگە ئائىت "جمع الجوامع" «جەمئۇل جەۋامىئ» قاتارلىقلاردۇر.

السجستاني (محمد): (سىجىستانى، مۇھەممەد) (ھ ?ـ 330 / م ?ـ 941). باغدادتا ئۆتكەن تەپسىرشۇناس ۋە تىلشۇناس. ئۇنىڭ "غريب القرآن" «غەرىبۇل قۇرئان» (قۇرئاندىكى قىيىن سۆزلەر) ناملىق كىتابى بار.

السخاوي (علم الدين علي): (سەخاۋى، ئىلمۇددىن ئەلى) (ھ 558ـ 642 / م 1163ـ 1245). قىرائەتشۇناس، تىلشۇناس، گراماتىكىشۇناس. قاھىرەدە شاتىبىدىن تەلىم ئالغان. دەمەشقتە ئولتۇراقلىشىپ قالغان. دەمەشقتە «ئەلفىيە»نىڭ ئاپتورى ئىبنى مالىك ئۇنىڭدىن دەرس ئالغان. ئۇنىڭ "شرح المفصل" «شەرھۇل مۇفەسسەل» ۋە "شرح الشاطبية" «شەرھۇششاتىبىيە» ناملىق كىتابى بار. ئۇ شاتىبىيىگە تۇنجى شەرھ يازغان كىشى بولۇپ، مۇشۇ كىتاب بىلەن داڭق چىقارغان.

السخاوي (شمس الدين محمد): (سەخاۋى، شەمسىددىن مۇھەممەد) (ھ 830ـ 902 / م 1427ـ 1497). مىسىرلىق تارىخشۇناس، مۇھەددىس، ئەدىب. قاھىرەدە تۇغۇلۇپ، مەدىنىدە ۋاپات بولغان. ئىككى يۈزگە يېقىن كىتاب يازغان. ئون ئىككى توملۇق "الضوء اللامع في أعيان القرن التاسع" «ئەززەۋئۇللامىئ فى ئەئيانىل قەرنىتتاسىئ» (توققۇزىنچى ئەسىردە چاقنىغان نۇرلار)، ھەدىس ئاتالغۇلىرى توغرىسىدا "شرح ألفية العراقي" «شەرھۇ ئەلفىيەتىل ئىراقى»، "المقاصد الحسنة" «ئەلمەقاسىدۇل ھەسەنىيە» (گۈزەل مەقسەتلەر) ۋە "ذيل لتاريخ المقريزي" «زەيلۇل مەقرىزى» ناملىق كىتابلار ئۇنىڭ ئەڭ مەشھۇر ئەسەرلىرىدۇر.

سَرَابِيُّون، ابن سرابيون: (سەرابىييۇن، ئىبنى سەرابىييۇن) (ھ ?ـ 334 / م ?ـ 945). جۇغراپىيە ئالىمى بولۇپ، باغدادتا ياشىغان. "صورة الأرض" «سۇرەتۇل ئەرز» (يەر

شارىنىڭ سۇرىتى)، "عجائب الأقاليم السبعة" «ئەجائىبۇل ئەقالىمىسسەبئە» (يەتتە ئىقلىمنىڭ ئاجايىباتلىرى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

السَّرَخْسِي: (سەرەخسى، مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد ئىبنى سەھل شەمسۇلئەئىممە) (تەخمىنەن ھ ?_490 / م ?_1091). ھەنەفى فىقھشۇناسى. ئوتتۇز قىسىملىق "المبسوط" «ئەلمەبسۇت» ئۇنىڭ مۇھىم ئەسەرلىرىنىڭ بىرىدۇر. ئۇ كىتاب چوڭ فىقھى ئېنسىكلوپېدىيىسى ھېسابلىنىدۇ.

السَّرَّاج، أبو بكر محمد بن السري: (سەرراج، ئەبۇ بەكرى مۇھەممەد) (ھ ?_317 / م ?_929). باغدادلىق تىلشۇناس، گرامماتىكىشۇناس. "كتاب الأصول الكبيرة" «كىتابۇل ئۇسۇلۇل كەبىيرە»، "الشعر والشعراء" «ئەششىئر ۋەششۇئەرا» (شېئىر ۋە شائىرلار)، "شرح كتاب سيبويه" «سىبۋەيە كىتابىنىڭ شەرھى» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

السَّرَّاج، أبو محمد جعفر بن أحمد: (سەرراج، ئەبۇ مۇھەممەد جەئفەر ئىبنى ئەھمەد) (ھ ?_500 / م ?_1106). يازغۇچى، فەقىھ. باغدادتا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. "مصارع العشاق" «مەسارىئۇل ئۇششاق» (ئاشىقلار جەڭگاھى)، "مناقب السودان" «مەناقىبۇسسۇدان» (سۇدانىنىڭ ئالاھىدىلىكلىرى) قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

سُرَيْج، ابن سُرَيْج، أحمد بن عمر: (ئىبنى سۇرەيج، ئەھمەد ئىبنى ئۇمەر) (ھ ?_306 / م ?_918). شافىئىي مەزھىپىدىكى فىقھشۇناس بولۇپ، قازىلىق ۋەزىپىسىنى ئۆتىگەن. ئۇ ھاياتىدا نۇرغۇن ئەسەر يازغان. ئۇلارنىڭ ئاساسلىقى "الودائع لنصوص الشرائع" «ئەلۋەدائىئ لىنۇسۇسىششەرائىئ» ناملىق كىتابىدۇر.

السَّرِيُّ الرَّفَّاءُ، السَّرِيُّ بن أحمد: (سەرىيۇررەففا، سەرىي ئىبنى ئەھمەد) (ھ ?_366 / م ?_976). ئىراقنىڭ مەۋسىل شەھرىدە تۇغۇلغان بولۇپ، شائىر ۋە ئەدىب. سەيفۇددەۋلە بىلەن قويۇق ئالاقىدە ئۆتكەن. باغدادتا ھايات كەچۈرگەن. "المحب والمحبوب والمشموم والمشروب" «ئەلمۇھىببۇ ۋەلمەھبۇب ۋەلمەشمۇمۇ ۋەلمەشرۇب» (ئاشىق-مەشۇق) ناملىق شېئىري دىۋانى بار.

السُريانية: (سۇريانىيە). سۇريان تىلى. سامى تىللىرىنىڭ تارمىقى بولغان ئارامىيە تىلى. بۇ تىل سۇرىيە ۋە ئىراقنىڭ بەزى رايونلىرىدا ھازىرمۇ قوللىنىلىدۇ.

سَعْدُ بنُ أبي وَقّاص: (سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس) (ھ ?_55 / م ?_675). ئۇلۇغ ساھابە، مەشھۇر قوماندان. تۇنجى تۈركۈمدە ئىسلامغا كىرگەنلەرنىڭ بەشىنچىسى. جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بېرىلگەن ئون ساھابىنىڭ بىرى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ھەممە ئۇرۇشلارغا قاتناشقان، پارسنى فەتھى قىلىشتا مۇسۇلمانلار قوشۇنىغا قوماندانلىق قىلغان.

سعد بن ربيع بن عمرو الأنصاري: (سەئد ئىبنى رەبىئ ئىبنى ئەمرىل ئەنسارى) (ھ ?_3 / م ?_625). كاتىپ ساھابە، ئەقەبە بەيئىتىگە قاتناشقان ۋەكىللەرنىڭ بىرى. بەدر ئۇرۇشىغا قاتناشقان، ئوھۇد ئۇرۇشىدا شېھىت بولغان.

سَعْدُ بنُ عبادة: (سەئد ئىبنى ئۇبادە) (ھ ?_14 / م ?_635). ئۇلۇغ ساھابە. خەزرەج قەبىلىسىدىن. ئوھۇد ۋە خەندەك ئۇرۇشلىرىغا قاتناشقان. ھەۋراندا ۋاپات بولغان.

سَعْدُ بنُ معاذ: (سەئد ئىبنى مۇئاز) (ھ ?ـ 6 / م ?ـ627). ئۇلۇغ ساھابە. ئەۋس قەبىلىسىنىڭ باشلىقى. بەدرى ئۇرۇشىدا ئەۋس قەبىلىسىنىڭ بايراقدارى بولغان. ئوھۇد ئۇرۇشىغا قاتناشقان. خەندەك ئۇرۇشىدا شېھىت بولغان.

سَعد، ابن سعد: محمد الزهري: (سەئد، ئىبنى سەئد، مۇھەممەد زۇھرى) (ھ ?ـ 230 / م ?ـ 845). تارىخشۇناس، مۇھەددىس، ھاپىز. "كتاب الطبقات الكبرى" «كىتابۇ تەبەقاتىل كۇبرا» (ساھابىلەرنىڭ تەرجىمھالى) ناملىق كىتاب ئۇنىڭ ئەڭ مەشھۇر ئەسىرىدۇر.

سعدي، الشيرازي: (سەئدى، شەيخ شىرازى) (ھ 590 ـ 689 / م 1193 ـ 1291). ئىرانلىق شائىر، ئەدىب. شىرازدا تۇغۇلۇپ، باغدادتا ئىلىم تەھسىل قىلغان. ئۇنىڭ پارس تىلىدا يېزىلغان "بوستان" «بوستان»، "جلستان" «گۈلىستان» ناملىق ئەسەرلىرى بار. ئۇنىڭ ئەسەرلىرى ۋە شېئىرلىرى بىرقانچە تىلغا، جۈملىدىن ئۇيغۇر تىلىغىمۇ تەرجىمە قىلىنغان.

سعود، ابن سعود عبد العزيز: (سۇئۇد، ئىبنى سۇئۇد ئابدۇلئەزىز) (ھ 1298 ـ 1373 / م 1880 ـ 1953). سەئۇدىي ئەرەبىستانى مەملىكىتىنىڭ قۇرغۇچىسى. 1932 ـ يىلى سەئۇدىي ئەرەبىستانىنىڭ پادىشاھلىق تەختىدە ئولتۇرغان.

سعود، ابن سعود، محمد: (سۇئۇد، ئىبنى سۇئۇد مۇھەممەد) (ھ ?ـ 1179 / م ?ـ 1765). سۇئۇدىيە ئائىلىسىنىڭ نەجدەدىكى ئۇرۇق ئەجدادلىرى.

السُّعُوْدِيَّةُ، المملكة العربية: (سۇئۇدىيە، ئەرەب مەملىكىتى). پادىشاھ ئابدۇلئەزىز ئىبنى سۇئۇد 1351 (م 1932) ـ يىلى قۇرغان ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى ئەرەب ئىسلام دۆلىتى بولۇپ، پايتەختى رىياد.

سَعِيدُ بن البطريق: (سەئىد ئىبنى بىترىق) (ھ 263 ـ 328 / م 877 ـ 940). تېۋىپ، تارىخشۇناس. ئۇنىڭ تارىخقا ئائىت "نظم الجوهر" «نەزمۇل جەۋھەر» ناملىق كىتابى بار.

سعيد بن جبير: (سەئىد ئىبنى جۇبەير، ئەبۇ مۇھەممەد). ئەيىنى دەۋردىكى فىقھى پېشۋاسى. بۇ زات ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇمەر قاتارلىق ساھابىلەردىن ئىلىم ئۆگەنگەن. پەتىۋا ئىشلىرىدا ناھايىتى پۇختا بولۇپ، كىشىلەرنىڭ ئارىسىدا يۈز بەرگەن خىلمۇخىل مەسىلىلەرنىڭ ھەممىسىگە جاۋاب بېرىپ، مۇسۇلمانلار جامائىتىنىڭ بۇ جەھەتتىكى ئېھتىياجىنى قاندۇرغان. قىرىق توققۇز يېشىدا ۋاپات بولۇپ، ۋاسىت دېگەن جايغا دەپنە قىلىنغان.

سعيد بن زيد بن عمر بن طفيل القرشي (أبو الأعور): (سەئىد ئىبنى زەيد ئىبنى ئۇمەر ئىبنى تۇفەيلىل قۇرەشىي، ئەبۇلئەئۇەر) (ھ ?ـ 51 / م ?ـ 671). جەننەت بىلەن بېشارەت بېرىلگەن ئون ساھابىنىڭ بىرى. رەسۇلۇللاھ بىلەن بارلىق جەڭلەرگە قاتناشقان ۋە يەرمۇك ۋە دەمەشىق مۇھاسىرىسىگە قاتناشقان. دەمەشىققە ۋالىي بولغان. 48 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

سعيدُ بن العاص: (سەئىد ئىبنى ئاس) (ھ ?ـ 51 / م ?ـ 671). ساھابە، مەشھۇر ھەربىي قوماندان. كۇفە ۋە مەدىنىگە ۋالىي بولغان.

سعيد بن مسيب: (سەئىد ئىبنى

مۇسەييەب) (ھ 2ـ 91 / م 623ـ 710). مەدىنە مۇنەۋۋەرەدىكى مەشھۇر يەتتە فەقىھنىڭ بىرى. تابىئىنلارنىڭ چوڭلىرىدىن. مۇجتەھىدلىك دەرىجىسىگە يەتكەن زات. مۇئمىنلەرنىڭ ئانىلىرى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى)دىن ھەدىس ئۆگەنگەن. شۇنداقلا ئەبۇ ھۇرەيرە، سەئىد ئىبنى ۋەققاس قاتارلىقلاردا ئىلىم تەھسىل قىلغان. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر شەرئەت مەسىلىلىرىدە پەتىۋا سورىغانلارغا سەئىد ئىبنى مۇسەييەبنىڭ ئالدىغا بېرىشنى جېكىلەيتتى.

سعيد بن منصور بن شعبة الخراساني (أبو عثمان): (سەئىد ئىبنى مەنسۇر ئىبنى شۇئبەتۇلخۇراسانى، ئەبۇ ئوسمان) (ھ ?ـ 227 / م ?ـ 842). ھەدىسشۇناس، ئالىم. "السنن" «ئەسسۇنەن»، "التفسير" «ئەتتەپسىر» قاتارلىق كىتاپلارنى يازغان. ئىمام ئەھمەد، ئىمام دارىمى، ئىمام مۇسلىم ۋە ئەبۇ داۋۇد قاتارلىق مۇھەددىس ئالىملار ئۇنىڭدىن ھەدىس رىۋايەت قىلغان. ئۇ راستچىل، ئىشەنچىلىك، ئىلىم تارقىتىشقا ناھايىتى ھېرىس ئالىملاردىن ئىدى. مەككىدە ۋاپات بولغان.

السَّفّاحُ، عبد الله بن محمد، أبو العباس: (سەففاھ، ئابدۇللاھ ئىبنى مۇھەممەد ئەبۇلئەبباس) (ھ ?ـ 136 / م ?ـ 754). ئابباسىيە دۆلىتىنى قۇرغان ھەم دۆلەتنىڭ تۇنجى خەلىپىسى بولغان.

السَّفّاريني، محمد بن أحمد أبو العون: (سەفارىنى، مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد ئەبۇلئەۋن) (ھ ?ـ 1188 / م ?ـ 1774). ئەتقىقاتچى، ھەنبەلىيە مەزھىپىدىكى فەقىھ. ئۇنىڭ "لوائح الأنوار البهية" «لەۋائىھۇل ئەنۋارىل بەھىيە» ناملىق ئەسىرى بار.

سُفْيانُ الثَّوْرِيُّ، بن سعيد أبو عبد الله: (سۇفيان سەۋرى ئىبنى سەئىد ئەبۇ ئابدۇللاھ) (ھ ?ـ 161 / م ?ـ 778). مەشھۇر مۇھەددىس، ئۆلىما. كۇفىدا تۇغۇلۇپ ئۆسكەن. "الجامع الكبير" «ئەلجامىئۇل كەبىر»، "الجامع الصغير" «ئەلجامىئۇسسەغىر»، "الفرائض" «ئەلفەرائىز» ناملىق كىتابلار ئۇنىڭ ئەسەرلىرىدىندۇر.

سفيان بن عيينة بن ميمون: (سۇفيان ئىبنى ئۇيەينە ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 107ـ 198 / م 725ـ 815). تابىئىنلاردىن بولۇپ، ھەدىسشۇناس ۋە مۇجتەھىد. ناھايىتى تەقۋادار، تولىمۇ چېچەن بولۇپ، تۆت يېشىدا قۇرئاننى، ئالتە-يەتتە ياش ۋاقىتلىرىدا نۇرغۇن ھەدىسلەرنى يادقا ئېلىپ بولغان. «مەككە مۇكەررەمە ھەدىسشۇناسى» دەپ نام ئالغان.

السُّكَّرِيُّ، أبو سعيد الحسن بن الحسين: (سۇككەرىي، ئەبۇ سەئىد ھەسەن ئىبنى ھۇسەين) (ھ 212ـ 275 / م 827ـ 888). ئالىم، ئەدىب. "النبات" «ئەننەبات» (ئۆسۈملۈك)، "الوحوش" «ئەلۋۇھۇش» (ياۋايىلار) قاتارلىق نۇرغۇن كىتابلارنى يازغان.

يوسف بن محمد أبو يعقوب سراج الدين (الخوارزمي السكاكي): (يۈسۈف ئىبنى مۇھەممەد سىراجىددىن، خارەزمى، سەككاكى) (ھ ?ـ 626 / م ?ـ 1229). خارەزىملىق ئالىم. تىلشۇناسلىق. كۆپ ئەسەر يازغان. ئۇنىڭ ئىچىدە "مفتاح العلوم" «مىفتاھۇلئۇلۇم» (ئىلىملار ئاچقۇچى) ناملىق ئەسىرى ئەڭ مەشھۇر بولۇپ، ئۇن ئىككى يەننى ئۆز ئىچىگە ئالغان مەسلى يوق كىتابدۇر. بۇ زات چىڭگىزخاننىڭ ئوغلى چاغاتايخاننىڭ ئەڭ يېقىن ئادىمى بولۇپ، ئۇنىڭ دەۋرىدە كاتتا

مۇسەييەب) (ھ 2ـ91 / م 623ـ710). مەدىنە مۇنەۋۋەرەدىكى مەشھۇر يەتتە فەقىھنىڭ بىرى. تابىئىنلارنىڭ چوڭلىرىدىن. مۇجتەھىدلىك دەرىجىسىگە يەتكەن زات. مۇئمىنلەرنىڭ ئانىلىرى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى)دىن ھەدىس ئۆگەنگەن. شۇنداقلا ئەبۇ ھۇرەيرە، سەئىد ئىبنى ۋەققاس قاتارلىقلاردا ئىلىم تەھسىل قىلغان. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر شەرىئەت مەسىلىلىرىدە پەتىۋا سورىغانلارغا سەئىد ئىبنى مۇسەييەبنىڭ ئالدىغا بېرىشنى جېكىلەيتتى.

سعيد بن منصور بن شعبة الخراساني (أبو عثمان): (سەئىد ئىبنى مەنسۇر ئىبنى شوئبەتۇلخۇراسانى، ئەبۇ ئوسمان) (ھ ?ـ227 / م ?ـ842). ھەدىسشۇناس، ئالىم. "السنن" «ئەسسۇنەن»، "التفسير" «ئەتتەپسىر» قاتارلىق كىتاپلارنى يازغان. ئىمام ئەھمەد، ئىمام دارىمى، ئىمام مۇسلىم ۋە ئەبۇ داۋۇد قاتارلىق مۇھەددىس ئالىملار ئۇنىڭدىن ھەدىس رىۋايەت قىلغان. ئۇ راستچىل، ئىشەنچىلىك، ئىلىم تارقىتىشقا ناھايىتى ھېرىس ئالىملاردىن ئىدى. مەككىدە ۋاپات بولغان.

السَّفّاحُ، عبد الله بن محمد، أبو العباس: (سەففاھ، ئابدۇللاھ ئىبنى مۇھەممەد ئەبۇلئەبباس) (ھ ?ـ136 / م ?ـ754). ئاببباسىيە دۆلىتىنى قۇرغان ھەم دۆلەتنىڭ تۇنجى خەلىپىسى بولغان.

السَّفّاريني، محمد بن أحمد أبو العون: (سەفارىنى، مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد ئەبۇلئەۋن) (ھ ?ـ1188 / م ?ـ1774). تەتقىقاتچى، ھەنبەلىيە مەزھىپىدىكى فەقىھ. ئۇنىڭ "لوائح الأنوار البهية" «لەۋائىھۇل ئەنۋارىل بەھىيە» ناملىق ئەسىرى بار.

سُفْيانُ الثَّوْرِيُّ، بن سعيد أبو عبد الله: (سۇفيان سەۋرى ئىبنى سەئىد ئەبۇ ئابدۇللاھ) (ھ ?ـ161 / م ?ـ778). مەشھۇر مۇھەددىس، ئۆلىما. كۇفىدا تۇغۇلۇپ ئۆسكەن. "الجامع الكبير" «ئەلجامىئۇل كەبىر»، "الجامع الصغير" «ئەلجامىئۇسسەغىر»، "الفرائض" «ئەلفەرائىز» ناملىق كىتابلار ئۇنىڭ ئەسەرلىرىدىندۇر.

سفيان بن عيينة بن ميمون: (سۇفيان ئىبنى ئۇيەينە ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 107ـ198 / م 725ـ815). تابىئىنلاردىن بولۇپ، ھەدىسشۇناس ۋە مۇجتەھىد. ناھايىتى تەقۋادار، تولىمۇ چېچەن بولۇپ، تۆت يېشىدا قۇرئاننى، ئالتە-يەتتە ياش ۋاقتىلىرىدا نۇرغۇن ھەدىسلەرنى يادقا ئېلىپ بولغان. «مەككە مۇكەررەمە ھەدىسشۇناسى» دەپ نام ئالغان.

السُّكَّرِيُّ، أبو سعيد الحسن بن الحسين: (سۇككەرىي، ئەبۇ سەئىد ھەسەن ئىبنى ھۇسەين) (ھ 212ـ275 / م 827ـ888). ئالىم، ئەدىب. "النبات" «ئەننەبات» (ئۆسۈملۈك)، "الوحوش" «ئەلۋۇھۇش» (ياۋايىلار) قاتارلىق نۇرغۇن كىتابلارنى يازغان.

يوسف بن محمد أبو يعقوب سراج الدين (الخوارزمي السكاكي): (يۇسۇف ئىبنى مۇھەممەد سىراجىددىن، خارەزمى، سەككاكى) (ھ ?ـ626 / م ?ـ1229). خارەزىملىق ئالىم. تىلشۇناسلىق. كۆپ ئەسەر يازغان. ئۇنىڭ ئىچىدە "مفتاح العلوم" «مىفتاھۇلئۇلۇم» (ئىلىملار ئاچقۇچى) ناملىق ئەسىرى ئەڭ مەشھۇر بولۇپ، ئون ئىككى پەننى ئۆز ئىچىگە ئالغان مىسلى يوق كىتابدۇر. بۇ زات چىڭگىزخاننىڭ ئوغلى چاغاتايخاننىڭ ئەڭ يېقىن ئادىمى بولۇپ، ئۇنىڭ دەۋرىدە كاتتا

قىلغان. ئۇنىڭغا قۇشلارنىڭ تىلىنى بىلدۈرگەن. شامال ۋە جىنلارنى بويسۇندۇرۇپ بەرگەن. سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام قۇددۇس شەھرى ئەتراپىغا سېپىل سوقتۇرغان. قۇرۇلۇش ئىشلىرىغا، جەڭ ئاتلىرىنى مەشىق قىلدۇرۇشقا ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەن. ئىبنى ئىسهاقنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، سۇلەيمان ئەلەيھىسسالام قىرىق يىل پادىشاھ بولغان، ئەللىك ئىككى يىل ئۆمۈر كۆرگەن.

سُلَيْمَانُ القانوني (سليمان الأول): (سۇلەيمان قانۇنى ‹بىرىنچى سۇلەيمان›) (ھ 900-974 / م 1494-1566). ئوسمانىيلار سۇلتانلىرىنىڭ ئونىنچىسى. مەشھۇر قانۇنشۇناس. ئۇنىڭ دەۋرىدە ئوسمان ئىمپېرىيىسى سەلتەنەتىنىڭ يۇقىرى پەللىسىگە يەتكەن.

السُّلَيْمانية: (سۇلەيمانىيە). ئىراقتىكى بىر شەھەر. كۆپىنچە ئاھالىسى كورد. سۇلەيمانىيە رايونىنىڭ مەركىزى. ھىجرىيە 1191-يىلى (مىلادىيە 1778-يىلى) بەرپا قىلىنغان.

السمرقندي (علاء الدين): (سەمەرقەندى، ئەلائۇددىن) (تەخمىنەن ھ ?-575 / م ?-1180). ھەنەفىي مەزھىپىدىكى داڭلىق فەقىھ. بۇخارادا ۋاپات بولغان. قىزى فاتىمەنى ئۆزى ئوقۇتۇپ يېتىشتۈرگەن ۋە ئۇنى فەقىھ كاسانىغا ياتلىق قىلغان. سەمەرقەندىنىڭ "تحفة الفقهاء" «توھفەتۇل فۇقەھا» (فەقىھلەرنىڭ تۆھپىسى) ناملىق كىتابى بار.

السمرقندي (نجيب الدين): (سەمەرقەندى، نەجىبۇددىن) (ھ ?-619 / م ?-1222). فەخرىددىن رازى بىلەن زامانداش تېۋىپ. تاتارلار ھىراتقا بېسىپ كىرگەندە ئۆلتۈرۈلگەن. ئۇ كېسەللەرگە دىئاگنوز قويۇش ۋە داۋالاش توغرىسىدا يازغان "الأسباب والعلامات" «ئەلئەسباب ۋەلئەلامات» (كېسەل بولۇش سەۋەبلىرى ۋە كېسەللىك ئالامەتلىرى) ناملىق كىتابى بىلەن داڭق چىقارغان.

السمرقندي (شمس الدين): (سەمەرقەندى، شەمسىددىن) (تەخمىنەن ھ ?-690 / م ?-1291). لوگىكا ئالىمى، ئاسترونوم ۋە ئەدىب. ئۇنىڭ "آداب السمرقندي" «ئادابۇسسەمەرقەندى» دەپ تونۇلغان "رسالة في آداب البحث" «ئادابۇل بەھس» (تەتقىقات قائىدىلىرى) ناملىق ئەسىرى بار. بۇ كىتاب مۇشۇ پەندىكى ئەڭ مەشھۇر ئەسەرلەرنىڭ بىرى. ئۇنىڭ يەنە لوگىكا (مەنتىق) توغرىسىدا "قسطاس الميزان" «قىستاسۇل مىزان» (ئادىل تارازا) ناملىق كىتابى بار.

السمرقندي (أبو القاسم الليثي): (سەمەرقەندى، ئەبۇلقاسىم لەيسى) (ھ ?-877 / م ?-1473). فەقىھ، تىلشۇناس، ئەدىب. ئۇنىڭ "الرسالة السمرقندية" «ئەررىسالەتۇسسەمەرقەندىيە» (سەمەرقەندى ماقالىلىرى)، "بلوغ الأرب من تحقيق استعارات العرب" «بۇلۇغۇل ئەرەب مىن تەھقىقى ئىستىئاراتىل ئەرەب» (ئەرەب تىلى ئىستىئارەسى توغرىسىدا) ۋە ھەنەفىي فىقھى توغرىسىدىكى "مستخلص الحقائق في شرح كنز الدقائق" «مۇستەخلەسۇل ھەقائىق فى شەرھى كەنزىددەقائىق» (كەنزە دەقائىقنىڭ شەرھى) ناملىق كىتابلىرى بار.

السموأل (ابن عاديا): (سەمەۋئەل، ئىبنى ئادىيا) (تەخمىنەن م ?-560). جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن يەھۇدىي شائىر. ئەبلەق سېپىلنىڭ قورغۇچىسى. ئۇ ئىمرىئۇلقەيسنىڭ ئامانىتىنى قوغداش يولىدا ئوغلىنى پىدا قىلغانلىقى ئۈچۈن، ۋاپادارلىقتا تەمسىل

قىلىنىلىدۇ. ئۇنىڭ مەشھۇر بىر قەسىدىسى بار.

سُمَيَّةُ، أم عمار: (سۇمەييە، ئۇممۇ ئەممار) (م ?_615). سۇمەييە، ئەممار ئىبنى ياسىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئانىسى بولۇپ، بۇ بىر ئائىلە كىشىلىرى تۇنجى مۇسۇلمان بولغانلاردىن. قۇرەيش مۇشرىكلىرى ئۇلارنى قاتتىق قىينىغان. ئەبۇ جەھىل سۇمەييەنى قىيناپ ئۆلتۈرۈۋەتكەن. ئۇ مۇسۇلمانلار ئىچىدىن شېھىت بولغانلارنىڭ تۇنجىسى.

سنان بن ثابت (أبو سعيد): (سەنان ئىبنى سابىت، ئەبۇ سەئىد) (ھ ?_331 / م ?_943). ھىرەلىك، سابىئى دىنىدىكى تېۋىپ. باغدادتا ياشىغان. مۇقتەدىر زامانىدىكى تېۋىپلارنىڭ پېشۋاسى بولۇپ، قاھىر ۋە رازى قاتارلىق خەلىپىلەرنىڭ خىزمىتىدە بولغان.

السِّنْدبادُ البحري: (سىندباد بەھرى). «دېڭىز ساياھەتچىسى سىندباد». ئەپسانىۋى قەھرىمان. ئۇنىڭ دېڭىز سەپىرى ۋە ئاجايىپ سەرگۈزەشتىلىرى "ألف ليلة وليلة" «ئەلفۇ لەيلەتىن ۋە لەيلە» (مىڭبىر كېچە) ھېكايىلىرىدە بايان قىلىنغان.

سِنِمّار: (سىنىممار). رۇملۇق بىناكار، نوئمانغا بىر ساراي سالغان بولۇپ، ئۇنى مىسلىسىز ياخشى سالغان. نوئمان باشقا يەنە مۇشۇنداق سارايىنىڭ سېلىنىپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئۇنى بىنانىڭ ئۈستىدىن تاشلاپ ئۆلتۈرۈۋەتكەن. ئەرەبلەردە ياخشىلىققا يامانلىق قىلغۇچىلارغا "جوزي جزاء سنمار" «جۇزىيە جەزائە سىنىممار» (سىنىممارنىڭ جازالانغىنىدەك جازالاندى) دېيىلىدىغان تەمسىل مانا شۇنىڭدىن كېلىپ چىققان.

السَّنُوسيّ (أبو عبد الله محمد): (سەنۇسى، ئەبۇ ئابدۇللاھ مۇھەممەد) (ھ ?_895 / م ?_1489). مالىكىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. يېتۈك ئالىم. ئۇنىڭ ئەقىدە توغرىسىدا يازغان "عقيدة أهل التوحيد" «ئەقىدەتۇ ئەھلى تەۋھىد» (ئەھلى تەۋھىد ئەقىدىسى) ۋە "العقيدة الكبرى" «ئەلئەقىدەتۇل كۇبرا» (چوڭ ئەقىدە)، "أم البراهين" «ئۇممۇل بەراھىن» (تۈپ دەلىللەر) ۋە "العقيدة الصغرى" «ئەلئەقىدەتۇسسۇغرا» (كىچىك ئەقىدە) ناملىق كىتابلىرى ۋە ئالگېبرا ھەققىدە يازغان "شرح مقدمات الجبر والمقابلة" «شەرھى مۇقەددىماتىل جەبەرى ۋەلمۇقابەلە» (ئالگېبرا مۇقەددىمىگە شەرھ) ناملىق كىتابى، يەنە "شرح جمل الخونجي" «شەرھى جۇمەلىل خونىجى» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

السنوسي أبو عبدالله محمد بن علي: (سەنۇسى، ئەبۇ ئابدۇللاھ مۇھەممەد ئىبنى ئەلى) (ھ 1201_1275 / م 1787_1859). ئالجىرىيىلىك تەرىقەت پېشۋاسى. مۇستەغانىمدا تۇغۇلغان، فاستا ئوقۇغان. سەنۇسىيە تەرىقىتىگە ئاساس سالغان. لىۋىيىدىكى يېشىل تاغدا "الزاوية البيضاء" «ئەززاۋىيەتۇل بەيزا» (ئاق خانىقا)نى بىنا قىلغان. ئۇ جوغبۇبتىكى خانىقاغا كۆچۈپ كەتكەن. ئۇنىڭ مەقبەرىسى شۇ يەردە. ئۇنىڭ "الدر السنية في أخبار السلالة الإدرسية" «ئەددۇررۇسسەنىيە فى ئەخبارىسسۇلالەتىل ئىدرىسسىيە» (ئىدرىسسىيە سۇلالىسىنىڭ تارىخى)، "بغية القاصد" «بۇغيەتۇل قاسىد» (كۆزلىگۈچىنىڭ مەقسىتى)، "شفاء الصدر" «شىفائۇسسەدر» (يۈرەك داۋاسى) قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

السُّهْرَوَرْدِي، أبو الفتوح شهاب الدين يحيى بن حبس: (سوھرەۋەردى، ئەبۇلفەتتۇھ شىھابىددىن يەھيا ئىبنى ھەبەس) (ھ 549_

587 / م 1154 ـ 1191). ئىشراقىيە مەزھىپىدىكى پەيلاسوپ. ئىراننىڭ سوھرەۋەرد دېگەن يېرىدە تۇغۇلغان. ئۇنىڭ "المقاومات" «ئەلمۇقاۋەمات»، "هياكل النور" «ھەياكىلىننۇر»، "حكمة الإشراق" «ھېكمەتۇل ئىشراق» ناملىق نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار. ئۇ زىندىق دەپ قارىلىپ ھەلەبتە ئۆلتۈرۈلگەن.

السُّهْرَوَرْدِي، أبو حفص عمر بن محمد شهاب الدين: (سوھرەۋەردى، ئەبۇ ھەفسى ئۆمەر ئىبنى مۇھەممەد شىھابىددىن) (ھ 540 ـ 632 / م 1145 ـ 1234). تەرىقەت پېشۋاسى، شافىئىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. ئۇنىڭ "عوارف المعارف" «ئەۋارىفۇل مەئارىف» ناملىق كىتابى بار. بۇ كىشى تەسەۋۋۇپ ئىلمىدىكى سوھرەۋەردىيە سۇلۇكىغا ئاساس سالغان.

سَهْلُ بن هارون: (سەھل ئىبنى ھارۇن) (ھ ؟ ـ 215 / م ؟ ـ 830). ئابباسىيلار دەۋرىدە ئۆتكەن يازغۇچى. خەلىپە مەئمۇن ئۇنى بەيتۇلھىكمەت كۇتۇپخانىسىنى باشقۇرۇشقا مەسئۇل قىلغان. "تدبير الملك والسياسة" «تەدبىرۇلمۇلۇك ۋەسسىياسە» (پادىشاھلىق ۋە سىياسەت تەدبىرلىرى)، "ثعلة وعفراء" «سۇئلەتۇن ۋە ئەفرا» ناملىق كىتابلار ئۇنىڭ ئەسەرلىرىدىندۇر.

سهل التستري: (سەھلى تەسەتتۇرى) (ھ ؟ ـ 283 / م ؟ ـ 896). داڭلىق تەرىقەت ئەرباپى ۋە كالامشۇناس. تەسەددۇردا تۇغۇلغان. بەسرەگە پالىنىپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "تفسير القرآن" «تەفسىرۇل قۇرئان» (قۇرئان تەپسىرى) ۋە "مجموعة أجوبة" «مەجمۇئەتۇ ئەجۇۋبە» (جاۋابلار) ناملىق ئەسەرلىرى بار. سالىمىيە مەزھىپىنىڭ ئاساسچىسى بولغان مۇھەممەد ئىبنى سالىم ۋە مەنسۇر ھەللاج ئۇنىڭ شاگىرتلىرىدۇر.

السُّودانُ (جمهورية السودان): (سۇدان «سۇدان جۇمھۇرىيىتى»). شەرقىي ئافرىقىدىكى ئەرەب جۇمھۇرىيىتى، پايتەختى خارتۇم. ئۇممۇ دەرمان، سۇدان بەھرى، ئەتبەرە، بورسۇدان ئۇنىڭ مەشھۇر شەھەرلىرىدۇر.

سودة بنت زمعة: (سەۋدە بىنتى زەمئە) (ھ ؟ ـ 54 /؟ ـ 674م). رەسۇلۇللاھنىڭ خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ۋاپات بولغاندىن كېيىن نىكاھىغا ئالغان ئايالى.

السُّوَيْس: (سۇۋەيش). 1. مىسىردىكى سۇۋەيش قولتۇقىدىكى بىر پورت شەھىرى، سۇۋەيش رايونىنىڭ مەركىزى. 2. سۇۋەيش قانىلى. بۇ قانال بور سەئىد بىلەن سۇۋەيش شەھىرى ئارىلىقىدا بولۇپ، قىزىل دېڭىزنى ئوتتۇرا دېڭىزغا تۇتاشتۇرىدۇ. ئۇنىڭ ئۇزۇنلۇقى 168 كىلومېتىر. ھىجرىيە 1276 ـ 1286 (م 1859 ـ 1869) ـ يىللىرى قېزىلغان. رەئىس جامال ئابدۇناسىر ئۇنى ھىجرىيە 1376 (م 1956) ـ يىلى دۆلەت ئىلكىگە ئۆتكۈزۈۋالغان.

سِيبَوَيْهِ: أبو بشر عمرو بن عثمان: (سىبۇۋەيە، ئەبۇ بىشر ئەمرى ئىبنى ئوسمان). (تەخمىنەن ھ ؟ ـ 180 / م ؟ ـ 796). تىلشۇناس ۋە گرامماتىكىشۇناس ئالىم. بەسرەلىك. ئۇنىڭ گرامماتىكىغا دائىر "الكتاب" «ئەلكىتاب» ناملىق كىتابى بار. ئۇ بەسرە گرامماتىكا ئىلمىنىڭ پېشۋاسى دەپ قارىلىدۇ.

سِيدَه، ابن سيده: علي بن إسماعيل: (سەيدە، ئىبنى سەيدە، ئەلى ئىبنى ئىسمائىل) (ھ 398 ـ 459 / م 1007 ـ 1066). ئەندەلۇسلۇق تىلشۇناس، ئەدىب بولۇپ، ئەما ئىدى.

"المحكـــــم" «ئەلمۇھكەم»، "المخــــــصص" «ئەلمۇخەسسەس» قاتارلىق لۇغەت كىتابلىرى ئۇنىڭ ئەسەرلىرىدىندۇر.

السيرافي، أبو سعيد الحسن بن عبد الله: (سىيرافىي، ئەبۇ سەئىد ھەسەن ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ 283_369 / م 897_979). گرامماتىكا ئالىمى. ئۇ ئەسلى ئىران سىرافتىن، باغدادتا ۋاپات بولغان. "شرح كتاب سيبويه" «شەرھى كىتابى سىبۇيەھ»، "الإقنــاع" «ئەلئىقنا»، "صنعة الشعر" «سەنئەتۇششىئر» (شېئىرىيەت ماھارىتى) ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئەسەرلىرىدىندۇر.

سيرةُ ابن هشام: (سىيرەتى ئىبنى ھىشام). ئىبنى ھىشام يازغان رەسۇلۇللاھنىڭ تەرجىمھالى توغرىسىدىكى ئەڭ ئىشەنچلىك ئەسەر ھېسابلىنىدۇ. ئىبنى ھىشام بۇ كىتابىتا ئىبنى ئىسھاقنىڭ "المغازي والسير" «ئەلمەغازى ۋەسسىيەر» كىتابىغا ئاساسلانغان.

سيرة بني هلال: (سىيرەتى ئىبنى ھىلال). چوڭ ھەجىملىك ئەرەب خەلق قىسسىسى. بۇ ئەسەردە قەھرىمانلىق ۋەقەلىرى، قەيس قەبىلىلىرىنىڭ يەمەندىن نەجىدكە، ئاندىن مىسىردىن ئۆتۈپ مەغرىبكە كۆچۈشى ۋە بەنى ھىلال قەبىلىسىنىڭ تۇنىستىكى خەلىپە رەناتى بىلەن بولغان كۈرەشلىرى تەسۋىرلىنىدۇ.

سيرة سيف بن ذي يزن: (سىيرەتى سەيف ئىبنى زىي يەزىن). چوڭ ھەجىملىك ئەرەب خەلق قىسسىسى. ئەسەر قەھرىمانى ھىميەرلىك پادىشاھ سەيف ئىبنى زىي يەزىن ھىميەرى (م ?_574). ئۇ ھەبەشلەرنى يەمەن شەھەرلىرىدىن سۈرۈپ چىققان. بۇ قىسسە ھىجرىيە 8_9 (م 14_ۋە 15)_ئەسىرلەر ئارىلىقىدا بارلىققا كەلگەن، ئۇنىڭدا فانتازىيە ئاساسىي ئورۇندا تۇرىدۇ.

سيرة الظاهر بيبرس: (سىرەتى زاھىر بىبىرس). چوڭ ھەجىملىك ئەرەب خەلق قىسسىسى. ئۇنىڭ باش قەھرىمانى زاھىر بىبىرس (مىسىر). بۇ قىسسىدە زاھىر بىبىرس ئەھلىسەلىپ ئۇرۇشلىرى ۋە موڭغۇللارنىڭ ھۇجۇملىرىنى توسۇشتا ھەل قىلغۇچ رول ئوينىغان قەھرىمان سۈپىتىدە تىلغا ئېلىنىدۇ.

سيرة عنترة (أو عنتر): (سىيرەتى ئەنتەرە). چوڭ ھەجىملىك ئەرەب خەلق قىسسىسى. ئۇ شېئىرىي ھەم نەسرىي ئۇسلۇبتا يېزىلغان بولۇپ، ئۇنىڭ باش قەھرىمانى جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن ئەبۇس قەبىلىسىدىن بولغان شائىر ئەنتەرە ئىبنى شەدداد ئەبەسىدۇر. ئۇ ئۆزىنىڭ باتۇرلۇقى ۋە چەۋەندازلىقى بىلەن مەشھۇر بولغان.

سِيلانُ (جمهورية سري لانكا): (سەيلان (سىرلانكا جۇمھۇرىيىتى)). ھىندى ئوكيانىدىكى بىر ئارال دۆلەت، پايتەختى كولومبو. ئەرەبلەر قەدىمدە ئۇنى "سرنديب" «سىير نەدىب» دەپ ئاتايتتى.

سينا، سيناء: (سىينا). مىسىردىكى ئۈچ بۇرجەك يېرىم ئارال. ئۇ ئافرىقىنى ئاسىيا بىلەن باغلاپ تۇرىدۇ، كان بايلىقى ۋە نېفتى مول. تارىخىي، سىياسىي ۋە دىنىي جەھەتتە ئىستراتېگىيىلىك جاي ھېسابلىنىدۇ.

السيوطي، جلال الدين عبد الرحمن: (سۇيۇتى، جالالۇددىن ئابدۇرراھمان ئىبنى ئەبۇ بەكرى) (ھ 849_912 / م 1445_1055). كۆپ تەرەپلىمىلىك بىلىمگە ئىگە ئالىم. تەپسىر، ھەدىس، تىل ۋە گرامماتىكا ھەققىدە نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان. قاھىرەدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان.

ئۇنىڭ ئەسەرلىرى ئۈچ يۈز پارچىدىن ئاشىدۇ. ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئەسەرلىرىدىن تەپسىر ھەققىدە "تفسير الجلالين" «تەفسىرۇل جەلالەين»، "الدر المنثور في التفسير المأثور" «ئەددۇررۇل مەنسۇر فىتتەفسىرىل مەئسۇر»، گىراماتىكا ھەققىدە "همع الهوامع" «ھەمئۇل ھەۋامىئ»، "المزهر" «ئەلمۇزھىر»، مىسىر تارىخى توغرىسىدا "بغية الوعاة في طبقات اللغويين والنحاة" «بەغيەتۇل ۋۇئات فى تەبقاتىل لۇغۋىيىن ۋەننۇھات» قاتارلىق 500 پارچىدىن ئارتۇق ئەسىرى بار.

السيّد، أحمد لطفي: (سەييد، ئەھمەد لۇتفى) (ھ 1289 ـ 1383 / م 1872 ـ 1963). مىسىرلىق مۇتەپەككۇر، سىياسىيون. يېڭى ئىدىيۇى گۈللىنىش ھەرىكىتىگە زور تەسىر كۆرسەتكەن. ئۇ مىسىرنىڭ تاشقى ئىشلار مىنىستىرى، مۇئاۋىن باش مىنىستىر، قاھىرە ئەرەب تىلى جەمئىيىتىنىڭ رەئىسى بولغان.

سَيِّد درويش: (سەييد دەرۋىش) (ھ 1258 ـ 1342 / م 1842 ـ 1923). مىسىرلىق مۇزىكانت، كومپوزىتور. ئەرەب مۇزىكىسى ۋە ئوپېرادا يېڭىلىق ياراتقان. "بلادي بلادي" «بىلادىي بىلادىي» «ۋەتىنىم» ناملىق ناخشىسى ئۇنىڭ ئۆلمەس ئىجادىيەت سەمەرىسىدۇر. ئۇ جەمئىي ئون ئىككى ئوپېرا يازغان. ئەڭ مەشھۇرلىرى "شهرزاد" «شەھرىزاد»، "العشرة الطيبة" «ئەلئەشەرەتتەييىبە» (ئون ياخشىلىق) قاتارلىقلاردۇر.

# ش

الشابِّي، أبو القاسم بن محمد: (شابىي، ئەبۇلقاسىم ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 1324 ـ 1353 / م 1906 ـ 1934). تۇنىسلىق شائىر، تۇنىسنىڭ شابىيە دېگەن يېرىدە تۇغۇلغان. ئۇ يېڭىلىق تەرەپدارىدىكى شائىرلارنىڭ بايراقدارى بولۇپ، ياش ۋاقتىدىلا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ چىنلىق، بەدىئىيلىك، شېئىرىي ئاھاڭدارلىققا تويۇنغان "أغاني الحياة" «ئەغانىل ھەيات» (ھايات كۈيلىرى) ناملىق بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

شادي، أبو شادي، أحمد زكي: (شادىي، ئەبۇشادىي، ئەھمەد زەكىي) (ھ 1310 ـ 1375 / م 1892 ـ 1955). مىسىرلىق شائىر. ئۇ 1932 ـ يىلى «ئەبۇلۇ» ژۇرنىلىنى تەسىس قىلغان. بۇ ژۇرنال ئەرەب شېئىرىيىتىنىڭ گۈللىنىشىگە خېلى زور تۆھپە قوشقان. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى ۋە ئوپېراسى بار.

الشاذِلِيّ، أبو الحسن علي بن محمد: (شازىلى، ئەبۇلھەسەن ئەلى ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ؟ ـ 656 / م ؟ ـ 1258). ماراكەشلىك. «شازىلىيە» تەرىقىتىنى بەرپا قىلغان. ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدا ئادالەتسىزلىككە ئۇچرىغاچقا، مىسىرنىڭ سەئىد دېگەن يېرىگە قېچىپ بېرىپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان.

الشاطِبِيُّ، إبراهيم بن موسى، أبو إسحاق: (شاتىبىي، ئىبراھىم ئىبنى مۇسا ئەبۇ ئىسھاق) (ھ ؟ ـ 790 / م ؟ ـ 1388). مالىكىي مەزھىپىدىكى فىقھشۇناس، ئۇسۇلشۇناس، تىلشۇناس ۋە ھەدىسشۇناس. ئۇنىڭ ئۇسۇلى فىقھى توغرىسىدا يازغان كىتابلىرى بار.

الشافِعِي، محمد بن إدريس: (شافىئىي، مۇھەممەد ئىبنى ئىدرىس) (ھ 150 ـ 204 / م 767 ـ 820). تۆت مەزھەپنىڭ بىرى بولغان شافىئىي مەزھىپىنىڭ ئاساسچىسى. غەززىدە تۇغۇلۇپ، مەككە ۋە مەدىنىدە ياشىغان، كېيىن مىسىردا يەرلىشىپ شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ شاخچە مەسىلىلەر ھەققىدە يازغان "الأم" «ئەلئۇم» ناملىق كىتابى، ئۇسۇلى فىقھى توغرىسىدا يازغان "الرسالة" «ئەررىسالە» ناملىق كىتابى بار.

الشاهْنامَة: (شاھنامە). ئەبۇلقاسىم فىردەۋسىنىڭ شېئىرىي داستانى. ئۇنىڭدا ئىسلامىيەتتىن بۇرۇنقى پارس پادىشاھلىرىنىڭ ھېكايەت ۋە ئەپسانىلىرى بايان قىلىنغان. ئۇ 60 مىڭ بېيىتتىن تەركىب تاپقان بولۇپ، نۇرغۇن تىللارغا تەرجىمە قىلىنغان.

شَبَكَة، أبو شبكة: إلياس: (شەبكە، ئەبۇ شەبكە، ئىلياس) (ھ 1322 ـ 1367 / م 1904 ـ 1947). لىۋانلىق شائىر ۋە ژۇرنالىست. "غلواء" «غۇلۋا» ۋە "أفاعي الفردوس" «ئەفائىل فىردەۋس» (فىردەۋس چايانلىرى) ناملىق شېئىرلار توپلىمى بار. ئۇ يەنە مولىر تىياتىرلىرىنى تەرجىمە قىلغان.

الشبلي (أبو بكر): (شىبلى، ئەبۇبەكرى)

(ھ ؟ـ 334 / م ؟ـ 946). مەشـــھۇر ئەھلـــى تەسەۋۋۇپ. ئۇ دەنباۋەند دېگەن جايغا ۋالىي بولغان. ئاندىن زاھىدلىق يولىغا مېڭىپ، ئىبادەت بىلەن مەشغۇل بولغان. تەقۋادارلىقى بىلەن شۆھرەت قازانغان. سامىرا دېگەن جايدا تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. ئۇ شىبلى دېگەن تەخەللۇس بىلەن مەشھۇر بولغان. ئۇنىڭ ئىسمى ھەققىدە تۈرلۈك ئوخشىمىغان قاراشلار بار.

الشَّبِيبي: محمد رضا: (شەبىيبى، مۇھەممەد رىزا) (ھ 1306 ـ 1385 / م 1888 ـ 1965). ئىراقلىق شائىر ۋە سىياسىيون. مائارىپ مىنىستىرلىكىنىڭ مىنىستىرى بولغان. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

شَجَرَة الدُّر: (شەجەرەتۇددۇر) (ھ ؟ـ 655 / م ؟ـ 1257). ئەييۇبىيلار سۇلالىسىنىڭ ئاخىرقى پادىشاھى سالىھ نەجمىددىن ئەييۇبنىڭ كېنىزىكى بولۇپ، سالىھ نەجمىددىن ئۇنى ئازاد قىلىپ نىكاھىغا ئالغان. شەجەرەتۇددۇر ئەقىل ـ پاراسىتى ۋە ھۆسن ـ جامالى بىلەن نەجمىددىننىڭ مۇھەببىتى ۋە ئىشەنچىسىگە ئېرىشكەن. پادىشاھ جەڭلەرگە چىقىپ كەتكەندە ئورنىغا شەجەرەتۇددۇرنى دۆلەت ئىشلىرىنى ۋاقىتلىق باشقۇرۇشقا قويۇپ قويغان. پادىشاھ سالىھ نەجمىددىن تۇيۇقسىز ۋاپات بولغاندىن كېيىن، شەجەرەتۇددۇر تەخت ۋارىسى تۇران شاھنى ئۆلتۈرۈپ تەختكە ئولتۇرغان. بۇنىڭ بىلەن ئەييۇبىيلار سۇلالىسى ئاخىرلىشىپ، ئىككى يېرىم ئەسىر (م 1250 ـ 1517) داۋاملاشقان مەمالىكىيلەر سۇلالىسى ھۆكۈمرانلىقى باشلانغان. شەجەرەتۇددۇر 1257 ـ يىلى ئۆگەي ئوغلى تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن.

الشَّجَري، ابن الشجري: الشريف أبو السعادات هبة الله بن علي: (شەجەرىي، ئىبنۇششەجەرىي، شەرىف ئەبۇ سائادات ھىبەتۇللاھ ئىبنى ئەلى) (ھ 450 ـ 543 / م 1058 ـ 1148). باغدادلىق تىلشۇناس. ئۇ "الأمالي" «ئەلئامالىي»، "الحماسة" «ئەلھەماسە» ناملىق ئەسەرلەرنى يازغان.

الشِّدْياق، أحمد فارس: (شىدياق، ئەھمەد پارس) (ھ 1219 ـ 1306 / م 1804 ـ 1888). لىۋانلىق ئەدىب، مۇخبىر، تىلشۇناس. "الرائد التونسي" «تۇنىس يېتەكچىسى» گېزىتىنىڭ باش مۇھەررىرى. ئۇنىڭ "الجاسوس على القاموس" «ئەلجاسۇس ئەلەلقامۇس» ۋە "الساق على الساق" «ئەسساق ئەلەسساق» قاتارلىق مۇھىم ئەسەرلىرى بار.

الشَّرْتُونيُّ، سعيد: (شەرتۇنى، سەئىد) (ھ 1266 ـ 1331 / م 1849 ـ 1912). لىۋانلىق ئەدىب. داڭلىق تىلشۇناس. ئۇ "أقرب الموارد" «ئەقرەبۇلمەۋارىد» ناملىق لۇغەتنى تۈزگەن.

الشرقاوي (عبد الله): (شەرقاۋى، ئابدۇللاھ) (ھ 1149 ـ 1227 / م 1737 ـ 1812). مىلادىيە 1794 ـ يىلى ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ شەيخى بولغان. ئۇنىڭ "تحفة الناظرين في من ولي مصر من الولاة والسلاطين" «توھفەتۇننازىرىين فى مەن ۋەلىيە مىسرە مىنەلۋۇلاتى ۋەسسەلاتىين» (مىسىرغا ھۆكۈمران بولغان سۇلتانلار) ناملىق ئەسىرى بار.

الشَّرِيف الرَّضي، محمد بن الحسين: (شەرىيفۇررىزا، مۇھەممەد ئىبنى ھۇسەين) (ھ 359 ـ 406 / م 970 ـ 1016). داڭلىق شائىر، ئەدەبىياتشۇناس ۋە تىلشۇناس. باغدادتا تۇغۇلۇپ، شۇيەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ بىر

شېئىرلار توپلىمى ۋە "تلخيص البيان عن مجازات القرآن" «تەلخىسۇل بايان ئەن مەجازاتىل قۇرئان» (قۇرئاندىكى ماجاز توغرىسىدا قىسقىچە بايان) ناملىق كىتابى بار.

الشَّريف المُرْتضى، علي بن الحسين: (شەرىيفۇلمۇرتەزا، ئەلى ئىبنى هۈسەيىن) (ھ 355 ـ 436 / م 966 ـ 1044). شىئەلەرنىڭ فىقھىشۇناسى. ئەدەبىيات، شېئىرىيەت ۋە ئىلمى كالامدا كامالەتكە يەتكەن. باغدادتا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "الأمالي" «ئەلئامالىي» ناملىق كىتابى بار.

الشرق الأدنى: (شەرقۇلئەدنا «يېقىن شەرق»). ئوتتۇرا دېڭىز بويىغا جايلاشقان غەربىي ئاسىيا رايونلىرىنىڭ ئومۇمىي ئاتىلىشى. يەنى تۈركىيىنىڭ شىمال تەرىپى، قىبرىس، سۈرىيە، لىۋان، پەلەستىن ۋە ھەتتا مىسىرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

الشرق الأقصى: (شەرقۇلئەقسا «يىراق شەرق»). شەرقىي ئاسىيا دۆلەتلىرىنىڭ ئومۇمىي ئاتىلىشى. يەنى، ياپونىيە، كورىيە، جۇڭگو، ھىندىستان، فىلىپپىن، ۋېيتنام، تايلاند، بىرما، مالايسىيا، ھىندونېزىيە قاتارلىق دۆلەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

الشرق الأوسط: (شەرقۇلئەۋسەت «ئوتتۇرا شەرق»). بىر قىسىم غەربىي جەنۇبىي ئاسىيا رايونلىرىنىڭ ئومۇمىي ئاتىلىشى. يەنى، ئەرەب يېرىم ئارىلى، ئېفىئوردانىيە، سۈرىيە، لىۋان، ئىراق، تۈركىيە، سۇدان دۆلەتلىرىنى ۋە مىسىر، ئافغانىستان، پاكىستان دۆلەتلىرىنىڭ بىر قىسمىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

شعبي، عامر بن شراحيل: (شەئبىي، ئامىر ئىبنى شەراھىل) (ھ 6 ـ 104 / م 627 ـ 722). تابىئىنلارنىڭ چوڭلىرىدىن. فىقھىشۇناس، مۇجتەھىد. ئۇ مەۋيىلەر خەلىپىلىرىدىن ئابدۇلمەلىكنىڭ دەۋرىدە ياشىغان. بۇ زات تولىمۇ كەمتەر ئىدى. بىر ئادەم ئۇنىڭدىن دىنىي مەسىلە سورىغاندا، ئۇ: بىلمەيمەن، دەپ جاۋاب بەرگەن. ئۇ كىشى: سەن شۇنچە چوڭ ئالىم تۇرۇپ بىلمەمسەن! دېگەندە، ئۇ: «قۇرئان كەرىم»دە پەرىشتىلەرنىڭ "لاَ عِلْمَ لَنَا إلاَّ مَا عَلَّمْتَنَا" «بىز سەن بىلدۈرگەندىن باشقىنى بىلمەيمىز» دېگەنلىكى تۇرسا، مەن بىلمەيمەن دېسەم نېمە بوپتۇ! دەپ جاۋاب بەرگەن. بىر كىشى ئۇنى «ئى فەقىھ» دەپ چاقىرغاندا، ئۇ: مەن فەقىھ ئەمەس، ئالىمۇ ئەمەس. پەقەت ئەھلى ھەدىستىن ئاڭلىغاننى باشقىلارغا يەتكۈزگۈچىلا خالاس، دېگەن.

الشعراني (عبد الوهاب): (شەئرانى، ئابدۇلۋەھھاب) (ھ ؟ ـ 973 / م ؟ ـ 1565). شافىئىي مەزھىپىدىكى فەقىھ، مىسىردىكى ئەھلى تەسەۋۋۇپنىڭ چوڭلىرىدىن. قاھىرەدە ياشىغان. ئۇنىڭ نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار. ئىسلام دۇنياسىدا ئالاھىدە ئىمتىيازغا ئىگە شەخس. ئۇنىڭ "البحر المورود في المواثيق والعهود" «ئەلبەھرۇل مەۋرۇد فىلمەۋاسىقى ۋەلئۇھۇد» (كېلىشىم ئەھدىلەر توغرىسىدا)، "البدر المنير" «ئەلبەدرۇل مۇنىر» (تولۇن ئاي)، "الجواهر والدرر الكبرى" «ئەلجەۋھەر ۋەددۇرەرىل كۇبرا»، "لواقح الانوار في طبقات السيادة الأخيار" «لەۋاقىھۇل ئەنۋار فى تەبەقاتىسسىيادەتىل ئەخيار» (ئېسىلزادىلەر تەبىقىسىدە پورەكلىگەن چېچەك) ۋە "لطائف المنن" (ياخشى زاتلار تەرجىمىھالى) قاتارلىق كىتابلىرى بار.

شَعْرَاويّ، هدى: (شەئراۋى، ھۇدا) (ھ 1297 ـ 1367 / م 1879 ـ 1947). مىسىردىكى ئاياللار ئىسيانىش ھەرىكىتىنىڭ

باشلامچىلىرىدىن بىرى. ئەلى پاشا شەئىراۋىنىڭ ئايالى. «نىل قىزلىرى ئۇيۇشمىسى»نى تەسىس قىلغان.

شُعَيب: (شۇئەيب، شۇئەيب ئەلەيھىسسالام). شۇئەيب ئەلەيھىسسالام قۇرئان كەرىمدە تىلغا ئېلىنغان پەيغەمبەر. ئۇنىڭ نەسەبى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ. شۇئەيب ئەلەيھىسسالام مەديەن ئاھالىسىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن. مەديەن ئاھالىسى ھىجاز زېمىنىدا ياشىغان. شۇئەيب ئەلەيھىسسالام قوۋمىنى تەۋھىدكە ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا، تارازا-ئۆلچەملەردە ئادىل بولۇشقا دەۋەت قىلغان. ئەمما ئۇلار دەۋەتكە قۇلاق سالماي، گۇمراھلىقتا تېخىمۇ ئەزۋەيلىگەچكە ئاللاھ ئۇلارنى ھالاك قىلغان. شۇئەيب ئەلەيھىسسالام قوۋمى ھالاك بولغاندىن كېيىن، يەنە بىر مەزگىل ياشىغان.

الشفاء: (شىفائ). ئىبنى سىنانىڭ پەلسەپە ساھەسىدە تۈزگەن ئەڭ مەشھۇر قامۇسى. بۇ كىتاب بابقا ئايرىلىشىنىڭ ئۈزگىچە بولۇشىدەك ئالاھىدىلىككە ئىگە. كىتاب لوگىكا، ماتېماتىكا، تەبىئەتشۇناسلىق، ئىلاھىيەتتىن ئىبارەت تۆت قىسىمدىن تۈزۈلگەن.

شقيق البلخي: (شەقىقۇل بەلەخى) (ھ ?- 194 / م ?-810). زاھىد، تەرىقەتچى. خۇراسانلىق مەشھۇر ئۆلىما. ماۋەرائۇننەھردىكى گولان ئۇرۇشىدا شېھىت بولغان.

شلتوت، محمود، الإمام الأكبر: (شەلتۇت، مەھمۇد، ئىمامۇل ئەكبەر) (ھ 1310-1383 / م 1893-1963). مىسىرلىق فىقھشۇناس، تەپسىرشۇناس. مۇتەئەسسىپلىك ۋە مەزھەپ ئەسەبىيچىلىكىگە قارشى كۆرەش قىلغان. بىر قاتار دىنىي ۋەزىپىلەرنى ئۆستىگە ئېلىپ، قەدەممۇقەددەم يۇقىرى ئۆرلەپ، ھىجرىيە 1378 (م 1958)-يىلى جامىئۇل ئەزھەرگە شەيخ بولۇپ تەيىنلەنگەن. ئۇ يەنە قاھىرە ئەرەب تىلى ئىلمىي جەمئىيىتىنىڭ ئەزاسى. ئۇنىڭ "فقه القرآن والسنة" «فىقھۇل قۇرئان ۋەسسۇننە» (قۇرئان ۋە ھەدىس چۈشەنچىسى)، "مقارنة المذاهب" «مۇقارەنەتىل مەزھەف» (مەزھەپلەر ئوتتۇرىسىدىكى سېلىشتۇرما)، "الفتاوى" «ئەلفەتاۋا» (پەتىۋالار)، "تفسير القرآن" «تەفسىرۇل قۇرئان» (قۇرئان تەپسىرى)، "منهج القرآن في بناء المجتمع" «مەنھەجۇل قۇرئان فى بىنائىل مۇجتەمەئى» (قۇرئان كەرىمنىڭ جەمئىيەت بەرپا قىلىشتىكى مەسلىكى) قاتارلىق نۇرغۇن ئەسەر ۋە تەتقىقات ماقالىلىرى بار.

الشنفرى، ثابت بن أوس الأزدي: (شەنفەرى، سابىت ئىبنى ئەۋسىل ئەزدى). مىلادىيە 6-ئەسىردە ياشىغان. يەمەنلىك، جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن سەرگەردان شائىر. ئۇنىڭ پەخىرلىنىش ۋە قەھرىمانلىق توغرىسىدا بىرقانچە پارچە شېئىرى ۋە "لامية العرب" «لامىيەتۇل ئەرەب» ناملىق مەشھۇر قەسىدىسى بار.

الشّهابي الأمير مصطفى: (شىھابىي، ئەمىر مۇستافا) (ھ 1311-1388 / م 1893-1968). سۇرىيىلىك تىلشۇناس، سىياسىيون، ئەدىب. دەمەشىق، باغداد ۋە قاھىرەدىكى ئىلمىي جەمئىيەتلەرنىڭ ئەزاسى بولغان. ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئەسەرلىرىدىن "معجم الألفاظ الزراعية" «مۇئجەمۇل ئەلفازىززىرائىيە» (دېھقانچىلىق لۇغىتى)، "المصطلحات العلمية في اللغة العربية" «ئەلمۇستەلەھاتۇل ئىلمىيە فىللۇغەتىل ئەرەبىيە» (ئەرەبچە پەن-تېخنىكا لۇغىتى)

قاتارلىقلار بار.

الشَّهْرَسْتَاني، محمد بن عبد الكريم: (شەھرەستانى، مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلكەرىم) (ھ ?ـ548 / م ?ـ1153). كالامشۇناس پەيلاسوپ، فىقھشۇناس. شەھرىستاندا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. "الملل والنحل" «ئەلمىلەل ۋەننىھەل» (دىن ۋە مەزھەپلەر) ئۇنىڭ ئەڭ مەشھۇر ئەسىرىدۇر.

شَوْقِي، أحمد: (شەۋقى ئەھمەد) (ھ 1285ـ1351 / م 1868ـ1932). مىسىرلىق داڭلىق شائىر. شائىرلارنىڭ پېشۋاسى دەپ ئاتالغان. ئۇنىڭ "الشوقيات" «ئەششەۋقىيات» ناملىق دىۋانى ۋە "مصرع كليوباترا" «مەسرەئۇ كىليوباتىرا» (كىليوباتىرانىڭ ئۆلۈمى)، "مجنون ليلي" «مەجنۇن لەيلى» (لەيلى-مەجنۇن) قاتارلىق ئوپېرالىرى بار.

الشوكاني (محمد بن علي): (شەۋكانى، مۇھەممەد ئىبنى ئەلى) (ھ 1173ـ1249 / م 1760ـ1834). يەمەنلىك فەقىھ، ئالىم. سەنئا دېگەن جاينىڭ قازىسى بولغان. ئۇنىڭ يۈزدىن كۆپرەك ئەسىرى بار.

الشيبانيّ، أبو عمرو إسحاق بن مرار: (شەيبانى، ئەبۇ ئەمرى ئىسھاق ئىبنى مىرار) (تەخمىنەن ھ ?ـ206 / م ?ـ821). كۇفەلىك تىلشۇناس. باغدادتا ياشىغان. ئۇنىڭ "الجيم" «ئەلجىيم» ناملىق بىر لۇغىتى ۋە "النوادر" «ئەننەۋادىر» ناملىق بىر كىتابى بار.

شيخو، الأب لويس: (شەيخۇ، ئاب لويىس) (ھ 1275ـ1346 / م 1859ـ1927). مارديىندا تۇغۇلۇپ، بېيرۇتتا ۋاپات بولغان. يۇسۇف قەددىس ئۇنىۋېرسىتېتىدىكى شەرق ژۇرنىلى ۋە شەرق كۇتۇپخانىسىنى تەسىس قىلغان. ئەرەب ئەدەبىياتى تەتقىقاتى ۋە ئۇنى گۈللەندۈرۈش، شۇنداقلا ئەرەب ئەدەبىياتى خەزىنىلىرىنى قېزىشقا ئالاھىدە كۈچ چىقارغان. "مجاني الأدب في حدائق العرب" «مەجانىل ئەدەب فى ھەدائىقىل ئەرەب» (ئەرەب باغچىلىرىدىكى ئەدەبىيات سەمەرىلىرى)، "شعراء النصرانية" «شۇئەرائۇننەسرانىيە»، "علم الأدب" «ئىلمۇلئەدەب» (ئەدەبىياتشۇناسلىق) قاتارلىقلار ئۇنىڭ ئەڭ داڭلىق ئەسەرلىرىدۇر.

شِيراز: (شىراز). ئىراندىكى بىر شەھەر. مۇسۇلمانلار بۇ جاينى خەلىپە ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئاخىرقى دەۋرىدە فەتھى قىلغان.

الشيرازي أبو إسحاق إبراهيم بن علي الفيروز آبادي: (شىرازى، ئەبۇ ئىسھاق ئىبراھىم ئىبنى ئەلى فىيروز ئابادىي) (ھ ?ـ476 / م ?ـ1083). شافىئىي مەزھىپىدىكى فىقھشۇناس. نىزامىيە مەدرىسىنىڭ مۇدىرى. ئۇنىڭ "طبقات الفقهاء" «تەبەقاتۇل فۇقەھا» (فىقھشۇناسلار تەبىقىسى)، ئۇسۇل ھەققىدە "اللمع في الأصول" «ئەللەمئۇ فىل ئۇسۇل» ناملىق كىتابلىرى بار.

الشيرازي، قطب الدين محمد بن مسعود: (شىرازى، قۇتبۇددىن مۇھەممەد ئىبنى مەسئۇد) (ھ 634ـ711 / م 1236ـ1311). ئاسترونوم، تېۋىپ، پەيلاسوپ. ئاسترونومىيە، ئوپتىكا ۋە جۇغراپىيە توغرىسىدا بىرقانچە پارچە كىتاب يازغان.

الشيرازي، محمد تقي: (شىرازى، مۇھەممەد تەقى) (ھ ?ـ1339 / م ?ـ1920). شىئە مەزھىپىدىكى فىقھشۇناس. نەجەپتە ياشىغان مۇجتەھىد. شىئە مەزھىپىدىكىلەرنىڭ نوپۇزلۇق ئالىمى.

# ص

الصاحِب، بن عباد، إسماعيل: (ساھىب، ئىبنى ئەبباد ئىسمائىل) (ھ 327 ـ 385 / م 938 ـ 995). ۋەزىر، شائىر، ئەدىب. "المحيط في اللغة" «ئەلمۇھىيت فىللۇغە» ۋە "الكشف عن مساوئ المتنبي" «ئەلكەشفۇ ئەن مۇساۋىئىل مۇتەنەببىي» (مۇتەنەببىينىڭ نۇقسانلىرى) قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان. ئۇنىڭ يەنە بىر شېئىرىي دىۋانى بار.

صاعد بن أحمد الأندلسي، أبو القاسم القرطبي: (سائىد ئىبنى ئەھمەد ئەندەلۇسىي، ئەبۇلقاسىم قۇرتۇبىي) (ھ 420 ـ 463 / م 1029 ـ 1070). تارىخشۇناس، مالىكىي مەزھىپىدىكى قازى. ئۇنىڭ "تاريخ الأندلس" «تارىخۇل ئەندەلۇس» (ئەندەلۇس تارىخى)، "تاريخ الإسلام" «تارىخۇل ئىسلام» (ئىسلام تارىخى) ۋە "طبقات الأمم" «تەبەقاتۇل ئۇمەم» (مىللەتلەر تەبىقىلىرى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

صالح: (سالىھ، سالىھ ئەلەيھىسسالام). سالىھ ئەلەيھىسسالام قۇرئان كەرىمدە تىلغا ئېلىنغان پەيغەمبەر. ئۇنىڭ نەسەبى نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى سامغا تۇتىشىدۇ. ئاللاھ سالىھ ئەلەيھىسسالامنى سەمۇد قوۋمىغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن. سەمۇد قوۋمى ھىجاز بىلەن شام ئارىسىغا جايلاشقان ھىجىر دېگەن جايدا ياشىغان. سەمۇد قوۋمى مىلادىيىدىن بۇرۇن ياشىغان قوۋم ئىدى. ئۇلار بۇتلارغا چوقۇناتتى. سالىھ ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى بۇتقا چوقۇنماسلىققا، بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلغان. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئازغىنە كىشىدىن باشقىسى سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلىپ، ھەددىدىن ئاشقان. ئۇلار سالىھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاگاھلاندۇرۇشىغا پىسەنت قىلماي، مۆجىزە سۈپىتىدە تاشنىڭ ئارىسىدىن چىقىرىلغان تۆگىنى ئۆلتۈرگەن. ئاللاھ سەمۇد قوۋمىنى ھالاك قىلغان. ئىشەنچلىك رىۋايەتكە قارىغاندا، سالىھ ئەلەيھىسسالام ئۇلار ھالاك قىلىنغاندىن كېيىن، ئۆمرىنىڭ ئاخىرىغىچە پەلەستىننىڭ رەملە دېگەن يېرىدە ياشىغان.

الصالحِيَّة: (سالىھىيە). فۇرات دەرياسى بويىغا جايلاشقان بىر شەھەر بولۇپ، سۈرىيە تەۋەلىكىدە. ئىراق چېگرىسىغا يېقىن. بۇ جايدىن نۇرغۇن ئارخېئولوگىيىلىك مەدەنىي يادىكارلىقلار تېپىلغان. ئۇ بۇرۇن «دوراروبوس» دەپ ئاتىلاتتى.

الصبان (محمد بن علي): (سەببان، مۇھەممەد ئىبنى ئەلى) (ھ ? ـ 1206 / م ? ـ 1792). مىسىرلىق ئەدىب، تىلشۇناس. ئۇنىڭ ئارۇز ۋەزنىسى توغرىسىدا يازغان "الكافية الشافية في علمي العروض والقافية" «ئەلكافىيەتۇششافىيە فى ئىلمىل ئورۇزى ۋەلقافىيە» (ئارۇز ۋەزنى ۋە قاپىيە ھەققىدە ئومۇمىي بايان) ناملىق كىتابى ۋە ئۇنىڭ شەرھى بار. ئۇنىڭ يەنە ئىستىلىستىكا ۋە لوگىكا توغرىسىدا يازغان نۇرغۇن كىتابلىرى

بار.

صبح الأعشي في صناعة الإنشاء: (سۇبھۇل ئەئشا فى ساناائەتىل ئىنشا). قەلقەشەندى تۈزگەن كىتاب. ئۇنىڭدا ئەدەبىيات، تارىخ ۋە جۇغراپىيە ھەققىدىكى ئومۇمىي مەلۇماتلار بايان قىلىنغان.

صَبْري، إسماعيل: (سەبرى، ئىسمائىل) (ھ 1272ـ1342 / م 1855ـ1923). مىسىرلىق مەشھۇر شائىر. سودىيىلىك ۋە باشقا مەمۇرىي ۋەزىپىلەرنى ئۆتىگەن. ئۇنىڭ شېئىرلىرى لىرىكلىقى ۋە ئاھاڭدارلىقى بىلەن ئۆزگىچىلىككە ئىگە. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى نەشر قىلىنغان.

الصّحاح: (سىھاھ). ئەبۇ مۇزەر ئىسمائىل ئىبنى ھەممادىل جەۋھەرىي تۈزگەن مەشھۇر ئەرەب تىلى ئىزاھلىق لۇغىتى. بۇ لۇغەتنىڭ رەتلىنىشىدە سۆزلەرنىڭ ئاخىرقى ھەرپلىرى، ئاندىن باش ھەرپلىرى، ئاندىن ئوتتۇرىسىدىكى ھەرپلەر ئاساس قىلىنغان.

صِدِّيق حسن خان: (سىددىق ھەسەن خان). ھىندىستانلىق دىنىي ئىسلاھاتچى. ئۇنىڭ "أبجد العلوم" «ئەبجەدۇل ئۇلۇم»، "فتح البيان في مقاصد القرآن" «فەتھۇل بايان فى مەقاسىدىل قۇرئان» (قۇرئان چۈشەنچىلىرى ھەققىدە بايان)، "الطريقة المثلى" «ئەتتەرىقەتۇل مۇسلا» (ئۈلگىلىك يول) قاتارلىق كىتابلىرى بار.

صَرُّوف، يعقوب: (سەررۇف، يەئقۇب) (ھ 1269ـ1346 / م 1852ـ1927). لىۋانلىق ئەدىب ۋە ئالىم. مول ھوسۇللۇق يازغۇچى. ھاياتىنىڭ كۆپ قىسمىنى مىسىردا ئۆتكۈزگەن. ئۇ "المقتطف" «ئەلمۇقتەتەف» (تەرمىلەر) ژۇرنىلى ۋە "المقطم" «ئەلمۇقتەم» (مىسىردىكى قاھىرەگە يېقىن تاغنىڭ نامى) گېزىتىنى تەسىس قىلغان. ئىلىم-پەن ۋە پەلسەپىگە ئائىت نۇرغۇن كىتابلارنى تەرجىمە قىلغان.

الصَّغاني، أبو الفضائل الحسن بن محمد: (ساغانىي، ئەبۇلفەزائىل ھەسەن ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 577ـ650 / م 1181ـ1252). ھەنەفىي مەزھىپىدىكى فەقىھ، لۇغەتشۇناس، ھەدىسشۇناس. داڭلىق تىل ئالىمى. لاھۇردا تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "العباب" «ئەلئۇباب»، "التكملة والذيل والصلة" «ئەتتەكمىلە ۋەززەيل ۋەسسىلە»، "الشوارد في اللغات" «ئەششەۋارىد فىللۇغات»، "الأضداد" «ئەلئەزداد» قاتارلىق لۇغەت كىتابلارنى يازغان.

الصفارية (الدولة): (سەففارىيە، ئەددەۋلە) (ھ 254ـ289 / م 868ـ902). خۇ-راساندا ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن سەففارىيە سۇلالىسى. بۇنى ياقۇب ئىبنى لەيس سەففار تاھىرىيە دۆلىتىنىڭ ئورنىغا تىكلىگەن. ياقۇپ ئىبنى لەيس باغدادقا ھۇجۇم قىلغاندا، مۇئتەمىد ئاكىسى مۇۋاققىفنىڭ قوماندانلىقىدا ھىجرىيە 262 (م 876)-يىلى دەيرۇل ئاقۇل دېگەن جايدا ئۇنى مەغلۇپ قىلغان. ئەمىر ئىبنى لەيس قېرىندىشىغا ئورۇنباسار بولغان ۋە مۇئتەمىد، مۇئتەزىدلارنىڭ قوللىشىغا ئېرىشكەن. ئىسمائىل ئىبنى ئەھمەد سامانىي ئۇنى ئەسىر ئېلىپ مۇئتەزىدكە تاپشۇرۇپ بەرگەندە مۇئتەزىد ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن.

الصَّفَدي، صلاح الدين خليل بن أيبك: (سەفەدىي، سالاھۇددىين خەلىل ئىبنى ئايبەك) (ھ 696ـ734 / م 1296ـ1362). تارىخچى، ئەدىب، مول ھوسۇللۇق يازغۇچى. قاھىرە، دەمەشىق ۋە ھەلەبتىكى ئىجادىيەت ئورۇنلىرىغا باشچىلىق قىلغان. ئەڭ مەشھۇر

ئەسىرى "الوافي بالوفيات" «ئەلۋافىي بىلۋەفىييات» (مەشھۇر شەخسلەرنىڭ تەرجىمھالى) ناملىق ئېنسىكلوپېدىيىلىك كىتابدۇر.

أهل الصُّفَّة: (ئەھلۇسسۇففە). سۇپا ئەھلى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىدە تۇرىدىغان بىر تۈركۈم كەمبەغەل مۇھاجىرلار. رەسۇلۇللاھ ئۇلارنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئېلىپ تۇراتتى.

صِفِّين: (سىففىين). فۇرات دەرياسىنىڭ غەربىي قىرغىقىغا جايلاشقان، سۈرىيە تەۋەسىدىكى بىر تۈزلەڭلىك. بۇ يەردە ھىجرىيە 37 (م 657)-يىلى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب بىلەن مۇئاۋىيە ئىبنى ئەبۇ سۇفيانىنىڭ قوشۇنلىرى ئوتتۇرىسىدا قاتتىق جەڭ بولغان. ئاخىر ئىككى تەرەپ ۋەكىللىرىنىڭ كېسىم چىقىرىشى بىلەن ئۇرۇش ئاياغلاشقان.

صفي الدين الأردبيلي: (سەفىيۇددىن ئەردەبىلىى) (ھ ؟-734 / م ؟-1334). پارسلاردىن بولغان تەرىقەتچى. سەفەۋىيە تەرىقىتى شۇ كىشىگە نىسبەت بېرىلىدۇ. سەفەۋىيىلار دۆلىتى شۇلار تەرىپىدىن قۇرۇلغان.

صفي الدين الحلي: (سەفىيۇددىن ھۇللىي) (ھ 675-750 / م 1277-1349). ئىراقلىق شائىر. ئۇ ھۇللە دېگەن جايدا تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. قاھىرە ۋە ماردىن دېگەن جايدا ياشىغان. ئىستىلىستىكا قائىدىسىنى تۈزگەنلەرنىڭ تۇنجىسى. ئۇنىڭ پادىشاھ مەنسۇر ئارتۇقىينى ماختاپ يازغان "درر النحور" «دۇرەرۇننۇھۇر» (مەرۋايىت زۇننار) ناملىق بىر توپلىمى بولۇپ، بۇ توپلام 29 قەسىدىدىن تەشكىل تاپقان. ھەربىر قەسىدىسى 29 بېيىتلىق، ھەربىر قەسىدىنىڭ بېيىتلىرى قايسى ھەرپتىن باشلانغان بولسا، يەنە شۇ ھەرپتە ئاخىرلىشىدۇ.

صفية بنت حيي: (سەفىيە بىنتى ھۇيەي) (ھ ؟-50 / م ؟-670). ھۇيەي ئىبنى ئەختەبنىڭ قىزى. خەيبەر غازىتىدا ئەسىر ئېلىنغان. مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئازاد قىلىپ، ئەمرىگە ئالغان.

الصَّقَالِبَة: (سەقالىبە). ئەرەب تارىخچىلىرى تەرىپىدىن سلاۋيانلارغا قويۇلغان نام.

صلاح الدين الأيوبي، يوسف بن أيوب: (سەلاھىددىن ئەييۇبىي، يۇسۇف ئىبنى ئەييۇب) (ھ 532-589 / م 1138-1193). ئەييۇبىيلار سۇلالىسىنىڭ قۇرغۇچىسى. ئىراقتىكى تىكرىتتا تۇغۇلۇپ، دەمەشقتە ۋاپات بولغان. مىسىردىكى فاتىمىيلار سۇلالىسىنى يوقىتىپ، ھاكىمىيىتىنى قەيرىۋان، ھىجازلارغىچە كېڭەيتكەن. ھىتتىن ئۇرۇشىدا ئەھلىسەلىپنى ئېچىنىشلىق مەغلۇپ قىلىپ، بەيتۇلمۇقەددەستىن قوغلاپ چىقارغان.

الصليبية، الحملات الصليبية: (سەلىبىيە، ئەلھەملاتىسسەلىيبىيە). ئەھلىسەلىپ ئۇرۇشلىرى. ھىجرىيە 490-يىلدىن 691 (م 1096-1291)-يىلغىچە غەربتىكى ياۋروپا خىرىستىئانلىرىنىڭ پەلەستىندىكى مۇقەددەس زېمىن بەيتۇل مۇقەددەسنى ئىگىلىۋېلىش ئۈچۈن ئېلىپ بارغان بىر قاتار ھەربىي ھۇجۇملىرى. ئۇلارنىڭ بەلگىسى سەلىب (كرېست) ئىدى. سالاھۇددىن ئەييۇبىي ئۇلارنىڭ ھەيۋىسىنى يەر بىلەن يەكسان قىلغان.

السصليبيون: (سەلىبىيۇن). 11، 12، 13 ـ ئەسىرلەردە ئوتتۇرا شەرققە قىلىنغان بىرقانچە قېتىملىق ئەھلىسەلىپ ئۇرۇشىغا قاتناشقان ياۋروپا خرىستىئانلىرىنى كۆرسىتىدۇ.

الصَّنَوْبَري، أحمد بن محمد، أبو بكر (سەنەۋبەري، ئەھمەد ئىبنى مۇھەممەد، ئەبۇ بەكرى) (ھ ?ـ334 / م ?ـ946). ئاباسىيلار دەۋرىدە ياشىغان شائىر. ھەلەبتىكى سەيفۇددەۋلەنىڭ ئوردىسىدا تۇرغان. ئۇنىڭ "الروضيات" «ئەررەۋزىيات» ناملىق دىۋانى بار.

صهيب بن سنان بن مالك: (سۇھەيب ئىبنى سىنان ئىبنى مالىك) (ھ 38 / م 592 ـ 659). ساھابە، ئەرەبلەردىن چىققان مەرگەن. تۇنجى تۈركۈمدە مۇسۇلمان بولغانلاردىن. ئۇ ئەنۇشىرۋان تەرىپىدىن بەسرەگە ۋالىي قىلىنىپ تەيىنلەنگەن. مۇسۇلمانلار مەدىنىگە ھىجرەت قىلماقچى بولغاندا سۇھەيبمۇ ھىجرەت قىلىشقا تەييارلانغان. مەككە مۇشرىكلىرى ئۇنى توسۇۋېلىپ: سەن بىزنىڭ قېشىمىزغا نامرات ھالەتتە كەلگەن ئىدىڭ، ئەمدىلىكتە كۆپ پۇل تېپىپ كەتمەكچى بولۇۋاتامسەن؟! دەپ تۇرۇۋالغاندا، سۇھەيب: مال ـ مۈلكنى تاشلاپ كەتسەم مېنى كەتكىلى قويامسىلەر؟ دېگەن. ئۇلار ماقۇل بولغاندىن كېيىن، ئۇلارغا بارلىق مال ـ مۈلكىنى تاشلاپ بېرىپ ھىجرەت قىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ۋەقەلىكنى ئاڭلىغاندا: «سۇھەيب پايدا ئاپتۇ، سۇھەيب پايدا ئاپتۇ» دېگەن. سۇھەيب 307 ھەدىس رىۋايەت قىلغان. مەدىنىدە ۋاپات بولغان. كىشىلەر ئارىسىدا «سۇھەيبۇررۇمىي» دېگەن نام بىلەن تونۇلغان.

الصُّوري، محمد بن علي بن حسن: (سۇۋري، مۇھەممەد ئىبنى ئەلى ئىبنى ھەسەن) (ھ 5 / م 11 ئەسىر). فاتىمىيە خاندانلىقىدىكى ئىسمائىلىيلەرنىڭ دەۋەتچىسى. سۇر دېگەن جايدا تۇغۇلۇپ، قاھىرەدە پائالىيەت ئېلىپ بارغان. ئۇ "التحفة الزاهرة" «ئەتتۇھفەتۇززاھىرە» ۋە "نفحات الأئمة" «نەفھاتۇل ئەئىممە» ناملىق ئەسەرلەرنى يازغان.

الصُّوْليُّ، إبراهيم بن العباس: (سۇۋلىي، ئىبراھىم ئىبنى ئاباس) (ھ 176 ـ 243 / م 792 ـ 857). ئاباسىيلار دەۋرىدە ياشىغان شائىر ۋە مىرزا. ئۇنىڭ بىر شېئىرىي دىۋانى ۋە "الدولة" «ئەددەۋلە» ناملىق كىتابى بار.

الصُّوْليُّ، أبو بكر محمد بن يحيى: (سۇۋلىي، ئەبۇ بەكرى مۇھەممەد ئىبنى يەھيا) (ھ ?ـ 335 /?ـ946م). ئىراقلىق ئەدىب ۋە شائىر. ئۇنىڭ داڭلىق كىتابلىرىدىن "الأوراق" «ئەلئەۋراق»، "أدب الكتاب" «ئەدەبۇل كۇتتاب»، "أخبار البحتري" «ئەخبارۇلبۇھتەرى»، "أخبار أبي تمام" «ئەخبارۇ ئەبى تەممام» قاتارلىقلار بار.

# ط

الطائف: (تائىف). سەئۇدىي ئەرەبىستانىنىڭ بىر شەھىرى. مەككە مۇكەررەمەگە 120 كىلومېتىر يىراقلىقتىكى ئىگىزلىككە جايلاشقان، گۈزەل باغۇ- بوستانلىرى ۋە تەبىئىي مەنزىرىلىرى بىلەن مەشھۇر.

طاشكبرى زاده (أحمد): (تاشكىبىر زادە، ئەھمەد) (ھ 901-969 / م 1495-1561). ئوسمانىي دۆلىتىنىڭ تارىخچىسى. ئۇنىڭ ھۆكۈمدارلارنىڭ ۋە ئۆلىمالارنىڭ تەرجىمىھالى ھەققىدە ئەرەب تىلىدا يازغان "الشقائق النعمانية" «ئەششەقائىقۇننۇئمانىيە» ۋە ئۆلىمالارنىڭ تەرجىمىھالى ھەققىدە يازغان "مفتاح السعادة ومصباح السيادة" «مىفتاھۇسسائادە ۋە مىسباھۇسسىيادە» (بەخت ئاچقۇچى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

طالوت: (تالۇت). داۋۇد ئەلەيھىسسالام دەۋرىدىكى بەنى ئىسرائىل پادىشاھى. ئۇ جالۇت قوشۇنى ئۈستىدىن غەلىبە قىلغان.

طاهر بن أحمد بن عبد الرشيد بن الحسين افتخار الدين البخاري: (تاھىر ئىبنى ئەھمەد ئىبنى ئابدۇرەشىد ئىبنى ھۇسەين ئىپتىخارۇددىن بۇخارى). ماۋەرائۇننەھردىكى مەشھۇر ئۆلىما، ھەنەفىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. ئۇ "خلاصة الفتوى" «خۇلاسەتۇل فەتەۋا» (پەتىۋالار خۇلاسىسى)، "خزانة الواقعات" «خەزانەتۇل ۋاقىئات» (ھادىساتلار ئامبىرى)، "نصاب" «نىساب» ناملىق ئەسەرلەرنى يازغان. ئۇنىڭ "خلاصة الفتوى" «خۇلاسەتۇل فەتەۋا» (پەتىۋالار خۇلاسىسى) ناملىق ئەسىرى ئۆلىمالار نەزىرىدە مۆتىۋەر كىتابدۇر.

طاهر بن الحسين: (تاھىر ئىبنى ھۇسەين) (ھ ?-207 / م ?-822). مەئمۇننىڭ ياراملىق سەركەردىسى. خۇراساندا بىر ئەسىرگە يېقىن ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن تاھىرىيە سۇلالىسىنى قۇرغان، كىيىن سۇيىقەست بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن.

طاهر، محمد طاهر الهندي: (تاھىر، مۇھەممەد تاھىرۇل ھىندى) (ھ 914-986 / م 1508-1578). ھىندىستانلىق مۇھەددىس ۋە فەقىھ. ھەدىس ساھەسىدە ئالاھىدە مەلۇماتقا ئىگە بولغاچقا، مۇھەددىسلەرنىڭ پېشۋاسى دەپ ئاتالغان. ئۇنىڭ "مجمع بحار الأنوار" «مەجمەئۇ بىھارىل ئەنۋار»، "المغني" «ئەلمۇغەننا» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

طاوس بن كيسان: (تاۋۇس ئىبنى كەيسان) (ھ ?-106 / م ?-724). كۆزگە كۆرۈنگەن شەرىئەت ئالىمى. ئەللىك ساھابە بىلەن مۇلاقات بولغان. تابىئىنلارنىڭ چوڭلىرىدىن. بۇ زات ئىبنى ئاباس، ئەبۇ ھۇرەيرە، جابىر، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير قاتارلىق ساھابىلەردىن ھەدىس ئۆگەنگەن. ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز خەلىپىلىك تەختىگە چىققان چاغدا، بۇ زات خەلىپىگە: سەن

ساالاھىيەتلىك خەلىپە بولاي دېسەڭ
ئەمەلدارلارنى ياخشى تاللىشىڭ كېرەك،
دېگەن مەزمۇندا مەكتۇپ يوللىغان. ئۇمەر
ئىبنى ئابدۇلئەزىز بۇ خەتنى ئوقۇپ: بۇ خەت
ماڭا يېتەرلىك نەسىھەتتۇر، دېگەن.

الطَّبْرِسِيُّ، أبو علي الفضل بن الحسن:
(تەبەرسي، ئەبۇ ئەلى فەزلى ئىبنى ھەسەن)
(ھ ?_548 / م ?_1153). شىئە مەزھىپىدىكى
ئالىم، تەپسىرشۇناس. ئۇنىڭ "مجمع البيان في
تفسير القرآن" «مەجمەئۇل بايان فى تەفسىرىل
قۇرئان» ناملىق تەپسىرى بار.

الطَّبَرِيُّ، أبو جعفر محمد بن جرير:
(تەبەرىي، ئەبۇ جەئفەر مۇھەممەد ئىبنى
جەرىر) (ھ 225_311 / م 839_923).
تارىخشۇناس، تەپسىرشۇناس، ھەدىسشۇناس.
شافىئىي مەزھىپىدىكى فىقھىشۇناس ئالىم.
ئۇنىڭ "جامع البيان في تفسير القرآن" «جامىئۇل
بايان فى تەپسىرىل قۇرئان» ۋە "تاريخ الأمم
والملوك" «تارىخۇل ئۇمەم ۋەلمۇلۇك»
(ئۇممەتلەر ۋە پادىشاھلار تارىخى) ناملىق
كىتابى بار.

طَرَابُلُس: (تەرابۇلۇس، يەنى تىرىپولى).
1. لىۋىيىنىڭ غەربىدىكى رايون. 2.
لىۋىيىنىڭ پايتەختى ۋە ئەڭ چوڭ شەھىرى.
ئۇ "طرابلس الغرب" (غەربىي تەرابۇلۇس) دەپمۇ
ئاتىلىدۇ. 3. لىۋاننىڭ شىمالىدىكى مۇھىم
شەھەر، ئىراق نېفىت تۇرۇبىلىرى
تۇتىشىدىغان سودا پورتى. بۇ جاي "طرابلس
الشام" «تەرابۇلۇس شام» دەپ ئاتىلىدۇ.

طرفة بن العبد: (تەرەفە ئىبنى ئەبدۇ)
(تەخمىنەن م 538_564). بەھرەيىنلىك.
جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن شائىر بولۇپ،
كەئبىنىڭ تېمىغا ئېسىلغان شېئىرلار ئىچىدە

شۇ كىشىنىڭمۇ شېئىرى بار ئىدى.
مۇتەلەممىسنىڭ ھەمشىرىسىنىڭ ئوغلى.
ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

الطُّغْــراء: (تۇغرا). كىتاب ۋە خەت۔
چەكلەرنىڭ ئاستى قىسمىغا يېزىلىدىغان
ئىمزا.

الطُّغْرَائِيُّ، الحسين بن علي: (تۇغرائىي،
ھۇسەيىن ئىبنى ئەلى) (ھ 453_515 / م
1061_1121). شائىر، ھەكىم، خىمىك.
سالجۇقىيلار ئوردىسىدا ۋەزىر بولغان. ئۇنىڭ
بىر شېئىرىي دىۋانى بار. "لامية العجم"
«لامىيەتۇل ئەجەم» ناملىق ھېكمەتكە
تويۇنغان مەشھۇر بىر قەسىدىسى بار.

طلحة بن عبيد الله: (تەلھە ئىبنى
ئۇبەيدۇللاھ) (ھ ?_36 / م ?_656). قۇرەيش
قەبىلىسىدىن بولغان ساھابە. جەننەت بىلەن
خۇش خەۋەر بېرىلگەن ئون كىشىنىڭ بىرى
ئىدى. جەمەل ۋەقەسىدە ئۆلتۈرۈلگەن. بۇ
ۋەقەدە ئائىشە تەرەپدارى بولغان.

الطِّقْطَقِيُّ، محمد بن علي بن الطقطقي:
(تەقتەقىي، مۇھەممەد ئىبنى ئەلى تەقتەقىي)
(ھ 661_709 / م 1261_1309). ئىراقلىق
تارىخچى ۋە ئەدىب. ئۇنىڭ "الفخري في الآداب
السلطانية" «ئەلفەخرىي فىل ئادابى سۇلتانىيە»
ناملىق كىتابى بار.

طَلْعَتْ حَرْب: (تەلئەت ھەرب). مىسىرلىق
ئىقتىسادشۇناس. مىسىردىكى سانائەت
ئىسلاھاتىنىڭ باشلامچىسى. بىرقانچە مىللىي
شىركەتلەرنى قۇرغان. ھىجرىيە 1338 (م
1920)_يىلى پۇتۇنلەي دۆلەت مۇلكىگە
تايىنىپ مىسىر بانكىسىنى قۇرۇپ، كاتتا
شۆھرەتكە ئېرىشكەن.

طُلَيْطِلَة: (تۇلەيتىلە، يەنى تولېدو). ئىسپانىيىنىڭ بىر شەھىرى، تارىق ئىبنى زىياد فەتھى قىلغان. بۇ شەھەردە ئەرەبلەرگە ئائىت نەپىس ۋە ھەيۋەتلىك ئاسارئەتىقىلەر بار.

طنطاوي، جوهري: (تەنتاۋى، جەۋھەرى). (ھ1297 ـ 1359 / م1880 ـ 1940). مىسىرلىق ئالىم. تەپسىرشۇناس. ئىلىم ـ پەن ساھەسىدىمۇ كۆزگە كۆرۈنگەن زات. ئۇنىڭ تەپسىر تەنتاۋى دەپ ئاتىلىدىغان "الجوهر في تفسير القرآن الكريم" «ئەلجەۋھەر فى تەفسىرىل قۇرئانىل كەرىم» (قۇرئان تەپسىرىنىڭ جەۋھەرلىرى)، "جواهر العلوم" «جەۋاھىرۇل ئۇلۇم» (ئىلىم جەۋھەرلىرى)، "الحكمة والحكماء" «ئەلھېكمەتۇ ۋەلھۇكەما» (ھېكمەت ۋە ھېكىملەر) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

طه حسين: (تاھا ھۈسەين) (ھ 1306 ـ 1393 / م 1889 ـ 1973). ئەدىب، مىسىرلىق نامدار ئوبزورچى. سەئىدتىكى مەغاغە دېگەن جايدا تۇغۇلغان. ئۇ كىچىك ۋاقتىدىلا ئەما بولۇپ قالغان. ئەزھەر ئۇنىۋېرستېتى، يەرلىك ئۇنىۋېرستېت ۋە فرانسىيىدىكى ئۇنىۋېرسىتېتلاردا ئىلىم تەھسىل قىلغان. ئىسكەندەرىيە ئۇنىۋېرستېتىنى قۇرغان. 1942 ـ يىلى بۇ ئۇنىۋېرسىتېتنىڭ مۇدىرى بولغان. 1950 ـ يىلى مائارىپنى ھەقسىزلەشتۈرۈشكە كۈچ چىقارغان. يەنە ئەيىن شەمس ئۇنىۋېرسىتېتىنى قۇرغان. مول ھوسۇللۇق ئەدىب. نۇرغۇن ئىجادىي ئەسەرلىرى گېزىت ـ ژۇرناللاردا ئېلان قىلىنغان. ئۇنىڭ ئەسەرلىرى ئوبزور، ئەدەبىي ئەسەر، تەرجىمىھال ۋە ھېكايىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇنىڭ "ذكرى أبي العلاء" «زىكرا ئەبىل ئەلا» (ئەبۇلئەلا مەئەررى ھەققىدە ئەسلىمە)، "ابن خلدون" «ئىبنى خەلدۇن»، "في الأدب الجاهلي" «فىل ئەدەبىل جاھىلىي» (جاھىلىيەت ئەدەبىياتى توغرىسىدا)، "حديث الأربعاء" «ھەدىسۇل ئەربەئا» (چارشەنبىلىك سۆز)، "مع المتنبي" «مەئەل مۇتەنەببى» (مۇتەنەببي بىلەن بىللە)، "على هامش السيرة" «ئەلا ھامىشىسسىيرە» (سىيرەتكە ئىزاھ)، "الأيام" «ئەلئەييام» (كۈنلەر)، "شجرة البؤس" «شەجەرەتۇل بۇئىس» (بەختسىزلىك دەرىخى)، "المعذبون في الأرض" «ئەلمۇئەززىبۇنە فىلئەرز» (ئېزىلگۈچىلەر) قاتارلىق ئەسەرلىرى ۋە نۇرغۇن تەرجىمە ئەسەرلىرى بار. «ئەرەب ئەدەبىياتىنىڭ تۈۋرۈكى» دەپ نام ئالغان.

الطهطاوي (أحمد بن محمد): (تەھتاۋى، ئەھمەد ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ؟ ـ 1231 / م ؟ ـ 1816). مىسىرلىق، ھەنەفىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. ئۇنىڭ "حاشية على مراقي الفلاح" «ھاشىيە ئەلا مەراقىل فەلاھ» ۋە "حاشية على الدر المختار" «ھاشىيە ئەلەددۇررۇل مۇختار» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

الطّهطاوي، رفاعة بن رافع: (تەھتاۋىي، رىفائەتە ئىبنى رافىئ) (ھ 1216 ـ 1290 / م 1801 ـ 1873). مىسىردىكى ئىدېئولوگىيە ئويغىنىش ھەرىكىتىنىڭ باشلامچىسى. تەھتا دېگەن جايدا تۇغۇلغان. ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىدا ئوقۇغان، كېيىن فرانسىيىدە ئىلىم تەھسىل قىلغان، ۋەتىنىگە قايتىپ كەلگەندىن كېيىن، تىل تەربىيىلەش مەكتىپى قۇرغان ۋە "الوقائع" «ئەلۋەقائىئ» (رىسالىلىق گېزىتى) نى تەسىس قىلغان. ئۇنىڭ بىرقانچە ئەسەرلىرى ۋە تەرجىمە كىتابلىرى بار. قاھىرەدە ۋاپات بولغان.

الطَّوَائِفُ، ملوك الطوائف: (تەۋائىف. تەۋائىف پادىشاھلىرى) (ھ 414 ـ 485 / م 1203 ـ 1092). ئۇمەۋىيلەر خەلىپىلىكى مۇنقەرىز بولغاندىن كېيىن، ئەندەلۇس (ئىسپانىيە)نىڭ بىر قىسىم رايونلىرىغا ھۆكۈمرانلىق قىلغان پادىشاھلار. بەنۇ ئەبباد، بەنۇ جەھۇر ۋە بەنۇ ھەمۇدلارنى كۆرسىتىدۇ.

الطُّور: (تۇر). ئاللاھتائالا مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن سۆزلەشكەن تاغ.

الطُّوسي: نصير الدين محمد بن محمد بن الحسن: (تۇسى، نەسىرۇددىن مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ھەسەن) (ھ 597 ـ 672 / م 1200 ـ 1273). پەيلاسوپ، ئاسترونوم، ماتېماتىك. تۇستا تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. ھىلاكۇنىڭ مەسلىھەتچىسى بولغان. موڭغۇل ئەمەلدارىنىڭ ياردىمى بىلەن ئاسترونومىيە ۋە ترىگونومېترىيە ئىلمىنى تەرەققىي قىلدۇرغان. ئۇنىڭ "الجبر والمقابلة" «ئەلجەبرۇ ۋەلمۇقابەلە»، "تحرير أصول إقليدس" «تەھرىيرۇ ئۇسۇلى ئىقلىيدىس»، "أساس الاقتباس" «ئاساسۇل ئىقتىباس»، "تجريد الكلام" «تەجرىدۇل كالام» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

طُوقَانُ، إبراهيم: (تۇۋقان، ئىبراھىم) (ھ 1323 ـ 1360 / م 1905 ـ 1941). پەلەستىنلىك شائىر. بېيرۇتتىكى ئامېرىكا ئۇنىۋېرسىتېتىدا ئوقۇغان. ئۇنىڭ ھەر خىل ژانىردىكى شېئىرلاردىن تەركىب تاپقان بىر توپلىمى بار. ئۇنىڭ شېئىرلىرىنىڭ كۆپىنچىسى ۋەتەنپەرۋەرلىك ھەققىدىكى غەزەللەردۇر. ئۇنىڭ شائىرە ھەمشىرىسى فەدۋا تۇۋقاننىڭ ئاكىسى توغرىسىدا "أخي إبراهيم" «ئەخى ئىبراھىم» (ئاكام ئىبراھىم) ناملىق كىتابى بار.

الطُّولُونيُّون: (تۇلۇنىيىۇن). ھىجرىيە 254 ـ 292 (م 868 ـ 904) ـ يىللىرى مىسىر ۋە سۇرىيىگە ھۆكۈمرانلىق قىلغان خانىدانلىق. تۇلۇنىيە خانىدانلىقىنى ئەھمەد ئىبنى تۇلۇن قۇرغان بولۇپ، ئۇنىڭدىن كېيىن ئوغلى خەمارىۋەي تەختكە ئولتۇرغان.

طيبة: (تەيبە). مەدىنىنىڭ يەنە بىر ئاتىلىشى.

# ظ

الظَّاهِر بيبرس: (زاھىر بىيبىرس). مىسىر بەھىرى مەملۇكىيلار خانىدانلىقىنىڭ ئەڭ داڭلىق سۇلتانى. نۇرغۇن قېتىم ئەھلىسەلىپكە قارشى ئۇرۇش قىلغان. ھىجرىيە 656 - يىلى (مىلادىيە 1258 - يىلى) يۈزبەرگەن مەشھۇر «مەنسۇرە ئۇرۇشى»دا پەلەستىن ۋە سۇرىيىدە ئەھلىسەلىپلەرنىڭ ئەسكىرىي كۈچىنى تارمار قىلغان. ھىجرىيە 659 - يىلى (مىلادىيە 1260 - يىلى) «ئەينى جالۇت جېڭى»دە موڭغۇللار بىلەن ئۇرۇش قىلىپ، ئۇلارنى مەغلۇپ قىلغان.

ظاهر شاه: (زاھىر شاھ). ئافغانىستان شاھى. 1914 - يىلى تۇغۇلغان، 1932 - يىلى ئاتىسى نادىر شاھنىڭ ئورنىغا شاھ بولغان. ئۇ 1973 - يىلىدىكى ھەربىي ئۆزگىرىشتە تەختتىن چۈشكەن. 2007 - يىلى كابولدا ۋاپات بولغان.

الظَّاهِرِيُّ، داود بن علي الأصبهاني: (زاھىرىي، داۋۇد ئىبنى ئەلى ئەلئىسفاھانىي) (ھ ؟ـ 270 / م ؟ـ 883). مەشھۇر ئىسلام ئالىمى. زاھىرىيە مەزھىپىنىڭ ئاساسچىسى. ئۇنىڭ «ئىمام شافىئىينىڭ پەزىلەتلىرى» ناملىق كىتابى بار. كۇفىدە تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان.

الظَّرْف وَالظُّرَفاء: (ئەززەرفۇ ۋەززۇرەفا). مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد ۋەششا يازغان كىتاب. كىتابتا ئۆز دەۋرىدىكى ئىجتىمائىي ئالاھىدىلىكلەرنى، دانىشمەنلەرنىڭ يېمەك - ئىچمەك، كىيىم - كېچەكتىكى ئەدەپ - ئەخلاقلىرىنى بايان قىلغان.

ظَفَار: (زەفار). 1. يەمەننىڭ جەنۇبىدىكى قەدىمىي شەھەر. 2. ئوماننىڭ غەربى، ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ جەنۇبىدىكى بىر رايون.

ظاهِرِيَّة، الظاهرية: (زاھىرىيە). 1. قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ زاھىرىغا ئاساسلىنىپ، تەئۋىل ۋە قىياسلارنى ئىنكار قىلىدىغان بىر مەزھەپ. 2. بۇ مەزھەپنىڭ ئەگەشكۈچىلىرى.

الظَّهْرَان: (زەھران). ئەرەب يېرىم ئارىلىغا جايلاشقان يېڭى شەھەر. "أرامكو" «ئارامكو» نېفىت شىركىتى شۇ يەرگە جايلاشقان.

الظَّوَاهِرِيُّ، محمد الأحمدي: (زاۋاھىرىي، مۇھەممەد ئەھمەدى) (ھ 1295 ـ 1364 / م 1878 ـ 1944). مىسىرلىق، شافىئىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. ھىجرىيە 1348 (م 1929) - يىلى ئەزھەر شەيخى بولۇپ تەيىنلەنگەن. ئۇنىڭ دەۋرىدە ئەزھەر زامانىۋى ئۇنىۋېرسىتېتقا ئايلانغان. ئۇنىڭ "العلم والعلماء" «ئەلئىلىم ۋەلئۇلەما» (ئىلىم ۋە ئالىملار)، "رسالة في الأخلاق" «رىسالە فىل ئەخلاق» (ئەخلاقنامە) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

# ع

عائِشَةُ بنت أبي بكر: (ئائىشە بىنتى ئەبۇ بەكرى) (ھ ؟ـ 58 / م ؟ـ 678). ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قىزى. مۆئمىنلەرنىڭ ئانىسى. رەسۇلۇللاھنىڭ ئايالى. رەسۇلۇللاھ ئۇنى كىچىكلا نىكاھىغا ئالغان. ئۇ رەسۇلۇللاھدىن 1200 ھەدىس رىۋايەت قىلغان. مەدىنىدە ۋاپات بولغان.

عائِشَةُ بنت طلحة: (ئائىشە بىنتى تەلھە) (ھ ؟ـ 101 / م ؟ـ 719). ئۇمەۋىيلەر زامانىدىكى ئەڭ مەشھۇر ئايال. ئەدىبە، ئەرەب تارىخشۇناسى. جەننەت بىلەن خۇش خەۋەر بېرىلگەن ساھابە تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھنىڭ قىزى. ئانىسى ئەبۇ بەكرى سىددىق رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قىزى ئۇمموكۇلسۇمدۇر.

عاتكة بنت زيد بن عمرو: (ئاتىكە بىنتى زەيد ئىبنى ئەمرى) (ھ ؟ـ 40 / م ؟ـ 660). شائىرە، ساھابە. ئۇنى بۇرۇن ئەبۇبەكرىنىڭ ئوغلى ئابدۇللاھ، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇمەر، ئۇنىڭدىن كېيىن زۇبەير نىكاھىغا ئالغان. ئۇلارنىڭ ھەممىسى قەست بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن (شېھىت بولغان).

عَاتِكَةُ بنت عبد المطلب: (ئاتىكە بىنتى ئابدۇلمۇتتەلىب). شائىرە. رەسۇلۇللاھنىڭ ئاتا تەرەپ ھاممىسى. ئەبۇ تەممام ئۇنىڭ بەزى شېئىرلىرىنى "حماسة" «ھەماسە»گە كىرگۈزگەن.

عاصِم، ابن عاصم محمد الأندلسي، أبو يحيى: (ئاسىم، ئىبنى ئاسىم، مۇھەممەد ئەندەلۇسىي، ئەبۇ يەھيا) (ھ ؟ـ 857 / م ؟ـ 1453). مالىكىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. قازىلىق ۋە ۋەزىرلىك ۋەزىپىسىنى ئۆتىگەن. ئۇنىڭ "الروض العريض" «ئەررەۋزۇل ئەرىيز» ناملىق كىتابى بار.

عاكِف مُحَمَّد: (ئاكىف مۇھەممەد) (ھ ؟ـ 1355 / م ؟ـ 1936). تۈركىيىلىك ئىسلام شائىرى. تۈركىيە مۇستەقىللىقىنىڭ كۈيچىسى. ئۇنىڭ "صفحات" «سەفەھات» ناملىق دىۋانى بار.

عامِرُ بن الطفيل: (ئامىر ئىبنى تۇفەيل). (ھ 11 / م ؟ـ 632) جاھىلىيەت دەۋرىدىكى شائىر ۋە چەۋەنداز. ئۇنىڭ پەخىرلىنىش ۋە قەھرىمانلىق مەزمۇنىدىكى شېئىرلار توپلىمى بار.

العاملي، بهاء الدين محمد بن الحسين: (ئاملىي، بەھائۇددىين مۇھەممەد ئىبنى ھۇسەيىن) (ھ 953ـ1031 / م 1547ـ1622). لىۋانلىق فەقىھ، ئالىم، شائىر. بەئلەبەككىدە تۇغۇلۇپ، ئىسفاھاندا ۋاپات بولغان. ئاسترونومىيە ۋە ماتېماتىكا توغرىسىدا كىتاب يازغان. "الكشكول" «ئەلكەشكۇل» ناملىق كىتابى بىلەن داڭق چىقارغان.

العباس بن الأحنف (أبو الفضل): (ئاببىاس

ئىبنى ئەھنەف، ئەبۇلفەزل) (ھ ?ـ192 / م ?ـ808). باغدادلىق لىرىك شائىر. ئۇنىڭ ھارۇن رەشىد ھەققىدە ئاجايىپ ھېكايىلىرى ۋە يەنە بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

العباس بن عبد المطلب: (ئاbbas ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىب) (ھ ?ـ32 / م ?ـ653). رەسۇلۇللاھنىڭ ئاتا تەرەپ تاغىسى. قۇرەيش قەبىلىسىنىڭ چوڭى. مەككە فەتھى بولۇشنىڭ ئالدىدىلا مۇسۇلمان بولۇپ، مەدىنىدە ۋاپات بولغان. ئابباسىيلار سۇلالىسى مۇشۇ زاتقا نىسبەت بېرىلىدۇ.

عَبَّاسُ بن فرناس: (ئابباس ئىبنى فىرناس) (ھ ?ـ275 / م ?ـ888). ئەندەلۇسلۇق شائىر، پەيلاسوپ، ئاسترونوم، كەشپىياتچى. ۋاقىت ھېسابلاش ئۈسكۈنىسىنى ئىجاد قىلغان. ئىككى تەرىپىگە پەيدىن ياسالغان قانات بېكىتىلگەن تون كىيىپ ئۇچماقچى بولغاندا يىقىلىپ كېتىپ، دۈمبىسى يارىلانغان.

العَبّاسُ بن مرداس: (ئابباس ئىبنى مىرداس) (تەخمىنەن ھ ?ـ18 / م ?ـ639). جاھىلىيەت ۋە ئىسلام دەۋرىدە ياشىغان شائىر. مەككە فەتھى قىلىنىشتىن بۇرۇنلا قوۋمى بىلەن بىرگە مۇسۇلمان بولغان. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە ۋاپات بولغان. ئۇ ئىنتايىن قەھرىمان ئىدى.

العَبّاسَةُ، علية بنت المهدي: (ئەبباسە، ئەلىييەت بىنتۇل مەھدى) (ھ ?ـ210 / م ?ـ825). ھارۇن رەشىدنىڭ ھەمشىرىسى. شائىرە، ئەدىبە. باغدادتا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ بىر شېئىرىي دىۋانى بار.

العَبّاسِيُون: (ئەبباسىيۇن) (ھ 133ـ657 / م 750ـ1258). ئابباسىيلار سۇلالىسى. ئابباس ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىبكە نىسبەت بېرىلىدۇ. بۇ سۇلالە ئۇمەۋىيە دۆلىتى مۇنقەرىز بولغاندىن كېيىن قۇرۇلغان بولۇپ، ئابباسىي سۇلالىسىدىن37 خەلىپە مەيدانغا كەلگەن. بۇلارنىڭ تۇنجىسى ئەبۇل ئابباس سەففاھ، ئاخىرقىسى خەلىپە مۇستەئسىمدۇر. ئۇلار قارا بايراقنى دۆلەت بايرىقى قىلغان. ئۇلارنىڭ دەۋرىدە ئىسلام مەدەنىيىتى ئەڭ گۈللەنگەن.

عبد الرزاق (مصطفى): (ئابدۇررازاق، مۇستافا) (ھ 1302ـ1366 / م 1885ـ1947). مىسىرلىق ئەدىب، مۇتەپەككۇر. شەرىئەت، پەلسەپە ۋە ئەدەبىيات تەتقىقاتچىسى. ئۇ ئەزھەردە شەيخ مۇھەممەد ئابدۇنىڭ قولىدا ۋە فرانسىيىدە ئىلىم تەھسىل قىلغان. 1938ـ يىلى ئەۋقاف مىنىستىرى، 1945ـ يىلىدىن ۋاپات بولغانغا قەدەر ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ شەيخى بولغان. ئۇنىڭ "الإمام الشافعي" «ئىمامۇششافىئىي» (ئىمام شافىئىي)، "تمهيد لتاريخ الفلسفة الإسلامية" «تەمھىدۇ لىتارىخىل فەلاسىفەتىل ئىسلامىيە» (ئىسلام پەلسەپە تارىخىدىن ساۋات)، كىندى ۋە فارابىنىڭ تەرجىمىھالى ھەققىدە يېزىلغان "فيلسوف العرب والمعلم الثاني" «فەيلەسوفۇل ئەرەبى ۋەلمۇئەللىمىسسانى» (ئەرەب پەيلاسوپى ۋە ئىككىنچى ئۇستاز)، "الدين والوحي والإسلام" «ئەددىينۇ ۋەلۋەھيۇ ۋەلئىسلام» (دىن، ۋەھيى ۋە ئىسلام)، "البهاء زهير" «ئەلبەھائۇ زۇھەير» ۋە مۇھەممەد ئابدۇنىڭ تەرجىمىھالى ھەققىدە "محمد عبده" (مۇھەممەد ئابدۇ) قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

عبد الرزاق (كمال الدين السمرقندي): (ئابدۇررازاق، كامالۇددىن سەمەرقەندى) (ھ 816ـ877 / م 1413ـ1472). ئىرانلىق تارىخشۇناس. ئۇنىڭ 1317ـ يىلىدىن 471ـ

يىلىغىچە بولغان ۋەقەلەر توغرىسىدىكى "مطلع السعدين ومجمع البحرين" «مەتلەئۇسسەئدەين ۋە مەجمەئۇل بەھرەين» (ئىككى بەختنىڭ چىقىدىغان جايى ۋە ئىككى دېڭىزنىڭ قوشۇلىدىغان جايى) ناملىق تارىخ كىتابى بار.

عبد الصبور (صلاح): (ئابدۇسەبۇر، سەلاھ) (ھ 1350 ـ 1401 / م 1931 ـ 1981). مىسىرلىق، ھازىرقى زامان شائىرى. ئۇنىڭ "الناس في بلادي" «ئەنناسۇ فى بىلادى» (يۇرتداشلار)، "أحلام الفارس القديم" «ئەھلامۇل فارىسىل قەدىم» (قەدىمىي چەۋەندازنىڭ چۈشلىرى) ناملىق شېئىرلار توپلىمى ۋە "مأساة الحلاج" «مەئساتۇل ھەللاج» (مەنسۇر ھەللاج پاجىئەسى)، "ليلي مجنون" «لەيلى مەجنۇن» ناملىق سەھنە ئەسەرلىرى بار.

عبد الله بن الأرقم: (ئابدۇللاھ ئىبنى ئەرقەم) (ھ ?ـ 44 / م ?ـ 664). قۇرەيشلىك ساھابە، رەسۇلۇللاھنىڭ ئاتا تەرەپ تاغىسى. مەككە فەتھى بولغان كۈنى مۇسۇلمان بولغان. ئۇمەر ۋە ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلارنىڭ دەۋرىدە بەيتۇلمالغا مەسئۇل بولغان.

عبد الله بن بريدة بن الحصيب الأسلمي: (ئابدۇللاھ ئىبنى بۇرەيدە ئىبنى ھەسىبىل ئەسلەمىي) (ھ 14 ـ 115 / م 635 ـ 733). ھەدىس رىۋايەت قىلغۇچىلارنىڭ بىرى. كۇفەلىك، مەرۋىگە قازى بولغان.

عَبْدُ الله بن جَحْش: (ئابدۇللاھ ئىبنى جەھش) (ھ ?ـ 3 / م ?ـ 625). ئىسلامغا ئەڭ دەسلەپتە كىرگەن ساھابىلەردىن. رەسۇلۇللاھنىڭ ئاتا تەرەپ ھاممىسىنىڭ ئوغلى ۋە مۇئمىنلەرنىڭ ئانىسى زەينەپنىڭ قېرىندىشى. ھەبەشىستانغا ھىجرەت قىلغان. ئوھۇد غازىتىدا ئاجايىپ قەھرىمانلىق كۆرسەتكەن.

عَبْدُ الله بن الحُسَين: (ئابدۇللاھ ئىبنى ھۈسەين) (ھ 1300 ـ 1371 / م 1882 ـ 1951). ئېئوردانىيە ھاشىمىيە خاندانلىقىنىڭ قۇرغۇچىسى. ھىجرىيە 1366 (م 1946) ـ يىلى ئوسمان تۈركلىرىگە قارشى قوزغىلاڭغا قاتناشقان. ئەقسا مەسجىدىدە سۇيىقەست بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن. ئۇنىڭ "مذكراتي" «مۇزەككىراتى» (ئەسلىمىلىرىم) ناملىق كىتابى بار.

عبد الله بن رواحة بن ثعلبة الأنصاري، أبو محمد: (ئابدۇللاھ ئىبنى رەۋاھە ئىبنى سەئلەبەتۇلئەنسارى، ئەبۇ مۇھەممەد) (ھ ?ـ 8 / ?ـ 629). داڭلىق شائىر، ساھابە. كۆپلىگەن جەڭلەرگە قوماندانلىق قىلغان. جاھىلىيەت دەۋرىدە ساۋاتلىق ئىدى. ئەقەبە بەيئىتىدە 12 ۋەكىلنىڭ بىرى بولغان. بەدر ۋە ئوھۇد قاتارلىق كۆپلىگەن جەڭلەرگە قاتناشقان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر غازاتقا چىققاندا ئۇنى مەدىنىدە ئورنىدا قويغان. ھىجرىيىنىڭ 8 ـ يىلى زەيد ۋە جەئفەردىن كېيىن شېھىت بولغان.

عَبْدُ الله بن الزبير بن العوام: (ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەير ئىبنى ئەۋۋام). (ھ 1 ـ 73 / م 622 ـ 692). ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قىزى ئەسمانىڭ ئوغلى. پارس، مىسىر ۋە شىمالىي ئافرىقىنى فەتھى قىلىشلارغا قاتناشقان. ئۇمەۋىيىلەرگە قارشى قوزغىلاڭ كۆتۈرۈپ، ھىجاز، يەمەن، مىسىر، ئىراق، خۇراسان ۋە شاملارغا ھۆكۈمرانلىق قىلغان. مەككە مۇھاسىرىسىدە قولغا چۈشۈپ، ھەججاجنىڭ قولىدا دارغا ئېسىپ ئۆلتۈرۈلگەن.

عَبْدُ الله بن عباس: (ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببـاس) (ھ ؟ ـ 68 / م ؟ ـ 687). مەشھۇر تەپسىرشۇناس، ھەدىسشۇناس ساھابە. رەسۇلۇللاھنىڭ ئاتا تەرەپ تاغىسىنىڭ ئوغلى. ئىلمىنىڭ موللۇقى، پىكرىنىڭ توغرىلىقىدىن "حبر الأمة" «ھىبرۇل ئۇممە» ئىسلام ئۇممىتىنىڭ ئالىمى دەپ ئاتالغان. رەسۇلۇللاھ ئۇنى بەسرەگە ۋالىيلىققا تەيىنلىگەن. ئۇنىڭ "تفسير ابن عباس" «تەفسىر ئىبنى ئابباس» ناملىق بىر تەپسىرى بار.

عبد الله بن مغفل الضبي: (ئابدۇللاھ ئىبنى مۇغەففەلىززەببىي) (ھ ؟ ـ 57 / م ؟ ـ 677). ساھابە. ھەزرىتى ئۇمەر تەرىپىدىن بەسرە شەھىرىگە دىن ئۆگىتىش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن ئون ئالىمنىڭ بىرى. 43 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

عَبْدُ الله بنُ عبد المطلب: (ئابدۇللاھ ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىب) (م ؟ ـ 571). رەسۇلۇللاھنىڭ ئاتىسى. مەككىدە تۇغۇلغان. ئابدۇلمۇتتەلىبنىڭ كەنجى ئوغلى بولۇپ، ئۇنىڭغا ئىنتايىن ئامراق ئىدى. ئاتىسى ئۇنىڭ ھەققىدە قۇربانلىق قىلىش ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىش يۈزىسىدىن يۈز تۆگە بەرگەن. شۇڭا ئۇ "عبد الذبيح" «ئەبدۇززەبىھ» (قۇربانلىق بەندىسى) دەپمۇ ئاتالغان. ئۇ ۋاپات بولغاندا ئايالى ئامىنە بىنتى ۋەھبى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ھامىلدار ئىدى.

عبد الله بن مسعود الهُذَلي (أبو عبد الرحمن): (ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدىلھۇزەلىي، ئەبۇ ئابدۇراھمان) )ھ ؟ ـ 32 / م ؟ ـ 653). ئىسلامنىڭ دەسلىپىدە مۇسۇلمان بولغان كاتتا ساھابە، مەككىدە بىرىنچى بولۇپ قۇرئاننى ئۈنلۈك تىۋۋلاپ ئوقۇغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىدە بولسۇن ياكى سەپەر ۋە غازاتلىرىدا بولسۇن خىزمىتىدە بولغان. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشەنچلىك ساھابىسى ئىدى. ھەر قانداق ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا بىمالال كىرەلەيتتى ۋە داۋاملىق بىللە يۈرەتتى. ھەزرىتى ئۇمەر بىر كۈنى ئۇنىڭغا قاراپ: «سەن ئىلىم بىلەن توشقان كۈپ» دېگەن. ئۇ ئاتاقلىق قارىي ۋە كاتتا مۇپەسسىر، فەقىھ ئىدى. فىقھىدا ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىفە ۋەكىللىك قىلغان كۇفە مەدرىسىسىنىڭ ئاساسچىسى. شۇنداقلا ئۇ تەپسىردىمۇ كۇفە مەدرىسىسىنىڭ ئاساسچىسى ھېسابلىنىدۇ. ئۇ 848 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

عَبْدُ الحق المَرِيني، أبو محمد: (ئابدۇلھەق مەرىينى، ئەبۇ مۇھەممەد) (ھ ؟ ـ 614 / م ؟ ـ 1217). ماراكەش مەرىينىيە دۆلىتىنىڭ قۇرغۇچىسى. مۇۋەھھىدىنلار دۆلىتىنى ئاغدۇرۇۋېتىپ، ئۇنىڭ ئورنىغا ئۆز دۆلىتىنى قۇرغان. كېيىن فەستىلەپ ئۆلتۈرۈلگەن.

عبد الحميد الثاني: (ئابدۇلھەمىيد سانى) (ھ 1258 ـ 1337 / م 1842 ـ 1918). ئوسمانىيلار خەلىپىلىكىنىڭ سۇلتانى بولۇپ، ئۆزىگە قارشى چىققانلارنى كۆپلەپ باستۇرغانلىقى ئۈچۈن «قىزىل سۇلتان» دەپ ئاتالغان. ھىجرىيە 1293 ـ يىلى (مىلادىيە 1876 ـ يىلى) ھاكىمىيەت بېشىغا چىقىپ، ھىجرىيە 1327 ـ يىلى (مىلادىيە 1909 ـ يىلى) تەختتىن چۈشكەن. ئۇ دۆلەت خەزىنىسى پۇلغا جىددىي ئېھتىياجلىق ئەھۋالدىمۇ پەلەستىن زېمىنىنى يەھۇدىيلارغا سېتىپ بېرىشنى قەتئىي رەت قىلغان.

عبد الحميد بن يحيى الكاتب: (ئابدۇلھەمىد ئىبنى يەھيا كاتىب) (ھ ؟ ـ 133 / م ؟ ـ 750). ئۇمەۋىيلەر خانىدانلىقىنىڭ مىرزىسى. ئەرەب

ئەدەبىياتىدىكى خەت-چەكلەر ژانىرىدا ئالاھىدە ئۇسلۇب ياراتقان. خەلىپە مەرۋان ئىبنى مۇھەممەدنىڭ كاتىپى بولغان. ئۇنىڭ "رسالة إلى الكتاب" «رىسالە ئىلەلكۇتتاب» (يازغۇچىلارغا خەت) ناملىق كىتابى بار.

عبد ربّه، أحمد بن محمد بن عبد ربه: (ئەبدۇرەببىھ، ئەھمەد ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ئەبدۇرەببىھ). ئەندەلۇسىيىلىك ئەدىب. "العقد الفريد" «ئەلئىقدۇل فەرىد» ناملىق ئەدەبىي قامۇس بىلەن داڭ چىقارغان.

عبد الرحمن أحمد بن محمد، نور الدين جامي: (ئابدۇراھمان جامى) (ھ 817-878 / م 1414-1474). ئىلمىنىڭ ھەرقايسى تۈرلىرىدە كامالەتكە يەتكەن زات. نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان بولۇپ، ئەسەرلىرى كىشىلەرنىڭ زور ئالقىشىغا ئېرىشكەن. دىيارىمىزدا «شەرھى موللا» دەپ مەشھۇر بولغان "الفوائد الضيائية شرح الكافية" «ئەلفەۋائىدىززىيائىيە شەرھىل كافىيە» (يارقىن پايدىلار) ناملىق "كافية" «كافىيە» نىڭ شەرھىسىنى مۇشۇ زات يېزىپ چىققان. ئۇ يەنە "نقد النصوص" «نەقدۇننۇسۇس»، "شرح حديث أبي رزين العقيلي" «شەرھى ھەدىس ئەبۇ رەزىينىل ئۇقەيلى»، "نفحات الأنس" «نەفھاتۇل ئۇنس» (تەرىقەت ماشايىخلىرىنىڭ تەرجىمىھالى يېزىلغان كىتاب)، "شرح فصوص الحكمة" (شەرھ فۇسۇسىل ھېكمەت)، "أشعة اللمعات" «ئەششىئەتۇل لەمەئات» (يارقىن نۇرلار)، "اللوامع" «ئەللەۋامىئ» («جالالىددىن رۇمى مەسنەۋىلىرى»نىڭ شەرھىسى)، «خىسراۋ دېھلەۋى شېئىرلىرى»نىڭ شەرھى، «ئىبنى فارىز شېئىرلىرى» نىڭ شەرھى... قاتارلىق نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان. ئەھلى تەسەۋۋۇپ ماشايىخلىرىنىڭ سۆھبىتىدە بولۇپ، سەئىددىن كاشغەرىدىن تەسەۋۋۇپنى تەلىم ئالغان. ئۇ ھىراتتىكى «نىزامىيە مەدرىسى»دە بىر مەزگىل تۇرغان. سەمەرقەنددىن خۇراسانغا بېرىپ، خوجا ئۇبەيدۇللاھ نەقشىبەندىينىڭ سۆھبىتىدە بولغان ۋە تەسەۋۋۇپ ئەربابلىرىدىن بولۇپ يېتىشكەن.

عبد الرحمن الدّاخل، عبد الرحمن الداخل بن معاوية: (ئابدۇراھمان ئەدداخىل، ئابدۇراھمان ئەدداخىل ئىبنى مۇئاۋىيە). قۇرەيش بۇركۇتى دەپ نام ئالغان، ئەندەلۇستىكى ئۇمەۋىيلەر سۇلالىسىنىڭ قۇرغۇچىسى.

عبد الرحمن بن عوف: (ئابدۇراھمان ئىبنى ئەۋف) (ھ ?-32 / م ?-652). ئۇلۇغ ساھابە، دەسلەپتە مۇسۇلمان بولغانلارنىڭ ئالتىنچىسى. جەننەت بىلەن خۇش بىشارەت بېرىلگەن ئون ساھابىنىڭ بىرى. ھەبەشىستان، ئاندىن كېيىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان. ئۇ ناھايىتى باي سودىگەر بولۇپ، تولىمۇ سېخىي ۋە كەمتەر ئىدى. ئىنتايىن كۆپ قۇل ئازاد قىلغان.

عبد شمس: (ئابدۇ شەمس). قۇرەيش قەبىلىسىدىكى بىر جەمەتنىڭ نامى.

عبد العزيز بن أحمد نصر بن صالح شمس الأئمة الحلواني: (ئابدۇلئەزىز ئىبنى ئەھمەد ئىبنى نەسر ئىبنى سالىھ شەمسۇل ئەئىممە ھەلۋانى) (ھ ?-456 / م ?-1064). بۇخارالىق. ھەنەفىي مەزھىپىدىكىلەرنىڭ پېشۋاسى. ئەتراپلىق مەلۇماتقا ئىگە زات. "مبسوط" «مەبسۇت» ۋە "نوادر" «نەۋادىر» ناملىق ئەسەرلەرنى يازغان. شەمسۇل ئەئىممە سەرەخسى، فەخرۇل ئىسلام ئەلى ئىبنى مۇھەممەد ۋە ئۇنىڭ قېرىندىشى سەدرۇل ئىسلام ئەبۇليۇسرى مۇھەممەد ۋە شەمسۇل ئەئىممە ئەبۇل فەزل بەكرى قاتارلىق مەشھۇر

ئالىملار بۇ زاتنىڭ شاگىرتلىرىدۇر.

عبد القادر بن عمر البغدادي: (ئابدۇلقادىر ئىبنى ئۇمەرىل باغدادى) (ھ 1031 ـ 1093 / م 1621 ـ 1682). داڭلىق تىلشۇناس ۋە ئەدىب. ئۇنىڭ "خزانة الأدب" «خەزانەتۇل ئەدەب» (ئەدەبىيات خەزىنىسى) ۋە "لب لباب لسان العرب" «لۇببۇ لۇباب لىسانىل ئەرەب» (ئەرەب تىلى جەۋھەرلىرى) ناملىق كىتابلىرى بار.

عبد القادر بن موسى الجيلاني: (ئابدۇلقادىر ئىبنى مۇسا جىيلانى) (ھ ؟ ـ 561 / م ؟ ـ 1166). تەسەۋۋۇپ ئىقىمىدىكى قادىرىيە سۇلۇكىنىڭ ئاساسچىسى. جىيلان (تەبەرىستان)دا تۇغۇلغان. باغدادتا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ تەسەۋۋۇپ توغرىسىدا يازغان "الفتح الرباني والفيض الرحماني" «ئەلفەتھۇررەببانى ۋەلفەيزۇررەھمانىي» ناملىق كىتابى بار.

عبد الله بن أحمد بن محمود أبو البركات حافظ الدين النسفي: (ئابدۇللاھ ئىبنى ئەھمەد ئىبنى مەھمۇد ئەبۇلبەرەكات ھافىزۇددىن نەسەفىي) (ھ ؟ ـ 701 / م ؟ ـ 1302). ماۋەرائۇننەھرلىك ئالىم. ئۇسۇلى فىقھى، ھەدىس ئىلىملىرىدە ئەينى دەۋرنىڭ يېگانىسى ئىدى. فىقھى ھەققىدىكى "كنز الدقائق" «كەنزۇددەقائىق»، ئۇسۇلى فىقھى ھەققىدىكى "منار" «مەنار» ۋە ئۇنىڭ شەرھىسى "كشف الأسرار" «كەشفۇل ئەسرار» ناملىق كىتابلار ئۇنىڭ مەشھۇر ئەسەرلىرىدىندۇر.

عبد الله بن عمر الفاروق: (ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇمەر) (م 611 ـ 692). ھەزرىتى ئۇمەرنىڭ ئوغلى. ساھابىلەرنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ بىلىملىكى ۋە ھاپىز (ھەدىس يادقا ئالغان) ئىدى. بەزىلەر ئۇنى مۇجتەھىدلىك دەرىجىسىگە يەتكەن دېيىشىدۇ. ئۇنىڭ ئىسمى ئابدۇللاھ، لەقىبى ئابدۇراھمان ئىدى. بۇ زات رەسۇلۇللاھدىن 2637 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

عبد الله بن المبارك أبو عبد الرحمن المروزي: (ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەك ئەبۇ ئابدۇراھمان مەرۋىزى). ھەدىسشۇناس، كامالەتكە يەتكەن ئالىم. ئون مىڭدىن ئارتۇق ئۇستازدىن ھەدىس ئۈگەنگەن. ئۇ ئۆز دەۋرىدىكى ئىلىم-مەرىپەت مەركەزلىرىنىڭ ھەممىسىگە بېرىپ ئىلىم تەھسىل قىلغان. بۇ ئالىم قۇرئان تەپسىرى، ھەدىس ۋە ھەدىسشۇناسلىق ھەققىدە كۆپلىگەن ئەسەرلەرنى يازغان. ئىمام مالىك ئۇنىڭغا ھۆرمەت بىلدۈرۈپ، ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقلىرىنى مەدھىيىلەيتتى. ئىمام ئەزەم ئۇنىڭ كۆپ ھەدىس رىۋايەت قىلغانلىقىغا ۋە ئەقىل-پاراسىتىگە قايىل ئىدى.

عَبْدُ المؤمن بن علي: (ئابدۇل مۇئمىن ئىبنى ئەلى) (ھ 525 ـ 559 / م 1130 ـ 1163). مۇۋەھھىدىنلار دۆلىتىنىڭ قۇرغۇچىسى. ئۇ مورابىتىن دۆلىتىنى مۇنقەرىز قىلغاندىن كېيىن ماراكەشتە ئۆز دۆلىتىنى بەرپا قىلغان.

عبد المطلب بن هاشم: (ئابدۇلمۇتتەلىب ئىبنى ھاشىم) (تەخمىنەن م ؟ ـ 579). قۇرەيشلەرنىڭ ئاقساقىلى، رەسۇلۇللاھنىڭ بوۋىسى، زەمزەم قۇدۇقىنى قايتا قازغان. بەيتۇللاھقا زىيارەتكە كەلگەنلەرنى كۈتۈۋېلىش، ئۇلارنى سۇ ۋە تاماق بىلەن تەمىنلەشنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان. رەسۇلۇللاھ دادىسى ۋاپات بولغاندىن كېيىن سەككىز ياشقا كىرگۈچە ئۇنىڭ تەربىيىسىدە بولغان.

عبد الملك بن مروان: (ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋان) (ھ 26 ـ 86 / م 646 ـ 705). ئۇمەۋىييە سۇلالىسىنىڭ بەشىنچى خەلىپىسى. ئۇنىڭ دەۋرىدە دۆلەت تېررىتورىيىسى كېڭىيىپ بىرلىككە كەلگەن. تۇنجى بولۇپ دۆلەت ئورگانلىرىنى ئىسلاھ قىلىپ، باشقۇرۇش ئۇسلۇبىنى يولغا قويغان ۋە دىنار سوقتۇرغان.

عَبْدُ مَناف بن قصي: (ئابدۇماناف ئىبنى قۇسەي). رەسۇلۇللاھنىڭ بوۋىسى (رەسۇلۇللاھنىڭ ئۈچىنچى بوۋىسى) قۇرەيشلەرنى باشقۇرۇش ۋە كەئبىنىڭ خىزمىتى ئۇنىڭ قولىدا ئىدى.

عَبْد الوَهَّاب، الشيخ محمد بن عبد الوهاب: (ئابدۇلۋەھھاب، شەيخ مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇۋاھاب) (ھ 1115 ـ 1206 / م 1703 ـ 1792). دىنىي ئىسلاھاتچى. ھەنبەلىي مەزھىپىدىكى ئۆلىما. ۋەھھابىي ئېقىمىغا ئاساس سالغان. ئۇنىڭ "كتاب التوحيد" «كىتابۇت تەۋھىد» ۋە "كشف الشبهات" «كەشفۇششۇبھات» ناملىق كىتابلىرى بار.

عَبَادِلَةٌ: (ئەبادىلە). 1. "عبد الله" ئابدۇللاھنىڭ كۆپلۈك شەكلى. ئابدۇللاھ دەپ ئاتالغان كىشىلەرنى كۆرسىتىدۇ. 2. ئىسلام تارىخىغا ئائىت ماتېرىياللاردا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر، ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرلەرنى كۆرسىتىدۇ.

عبده، الشيخ محمد: (ئابدۇ، شەيخ مۇھەممەد ئابدۇ) (ھ 1266 ـ 1323 / م 1849 ـ 1905). مەشھۇر ئىسلاھاتچى، ئىسلام مۇتەپەككۇرى. مىسىر ھازىرقى زامان ئويغىنىش ھەرىكىتىنىڭ ئاساسچىلىرىدىن بىرى. پارىژدا جامالۇددىن ئافغانى بىلەن "العروة الوثقى" «ئەلئۇرۇۋەتۇل ۋۇسقا» (مۇستەھكەم تۇتقا) گېزىتىنى نەشر قىلغان. قازى ۋە مۇفتى بولغان. ئۇنىڭ "رسالة التوحيد" «رىسالەتۇتتەۋھىد» (تەۋھىد ھەققىدە) ۋە "شرح نهج البلاغة" «شەرھ نەھجىل بەلاغە»(ئىستىلىستىكا پرىنسىپىغا ئىزاھ) ناملىق كىتابلىرى بار.

عبدون، ابن عبدون، عبد المجيد بن عبد الله الفهري: (ئابدۇن، ئىبنى ئابدۇن ئابدۇلمەجىد ئىبنى ئابدۇللاھ فەھرىي) (ھ ? ـ 530 / م ? ـ 1135). ئەندەلۇسلىق شائىر ۋە ۋەزىر. ئۇنىڭ بىر قىسىم شېئىرلىرى ئىسپان ۋە فىرانسۇز تىلىغا تەرجىمە قىلىنغان.

العِبَر: (ئەلئىبەر). مەشھۇر تارىخشۇناس ئىبنى خەلدۇننىڭ تارىخ توغرىسىدا يازغان كىتابى بولۇپ، «ئىبنى خەلدۇننىڭ مۇقەددىمىسى» دېگەن نام بىلەن مەشھۇر. بۇ كىتاب جەمئىيەتشۇناسلىقنىڭ ئۆلتېشى ھېسابلىنىدۇ.

عِبْرَانِي ج عبرانيون: (ئىبرانىي، ئىبرانىيۇن). ئىبران تىلى. بۇ سام تىللىرى تۈركۈمىگە تەۋە بىر خىل تىل بولۇپ، بۇ تىلنى ھازىر يەھۇدىيلار قوللىنىدۇ.

العِبْرِيُّ، ابن العبري، أبو الفرج غريغوريس: (ئىبرى، ئىبنى ئىبرى، ئەبۇل فەرەج غەرىغورىيس). قەدىمكى سۈرىيىلىك تارىخچى، مەشھۇر پوپ. ئۇنىڭ "تاريخ الدول" «تارىخۇددۇۋەل» (دۆلەتلەر تارىخى) ۋە "رسالة في النفس البشرية" «رىسالە فىننەفسىل بەشەرىيە» (پسىخولوگىيە ئىلمى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

عَبُّوْد، مارون: (ئەببۇد، مارون) (ھ 1303 ـ 1382 / م 1885 ـ 1962). لىۋانلىق

ئەدىب. ئۇنىڭ 50كە يېقىن ئەسىرى بار. "جدد وقدماء" «جۇدۇد ۋە قۇدەما»، "علىّ المحك" «ئەلەلمىھەك»، "وجوه وحكايات" «ۋۇجۇھ ۋە ھېكايات» ناملىق ئەسەرلەر ئۇلارنىڭ بىر قىسمىدۇر.

عَبيدُ بن الأبرص: (ئەبىيد ئىبنى ئەبرەس). (م ?_554). جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن نەجدەلىك شائىر. بەزى ئوبزورچىلار ئۇنى «سەبئى مۇئەللەقات» شائىرلىرىنىڭ قاتارىدا ھېسابلايدۇ. ئۇنىڭ بىر دىۋانى بار.

عُبَيْدُ الله المهدي الفاطمي: (ئۇبەيدۇللاھ مەھدى فاتەمىي) (ھ 259_323 / م 872_934). ماراكەشتىكى فاتىمىلەر دۆلىتىنىڭ قۇرغۇچىسى. ئۇ 24 يىل ھوقۇق تۇتقان.

عبيد الله صدر الشريعة الأصغر مسعود بن تاج الشريعة: (ئۇبەيدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد ئىبنى تاج شەرىئە) (ھ ?_747 / م ?_1346). ھەنەفىي مەزھىپىدىكى فىقھشۇناس ئالىم. مەشھۇر "شرح وقاية" «شەرھى ۋىقايە»نىڭ ئاپتورى. سەدرۇششەرىئە نامى بىلەن مەشھۇر. ئۇ مۇشكۇلات ئىلىملىرىگە ناھايىتى ماھىر ئىدى. بۇ زات چوڭ دادىسى ئىمام تاج شەرىئە مەھمۇدنىڭ «ۋىقايە» ناملىق ئەسىرىنى شەرھىلىگەن. ئاندىن «ۋىقايە»نى ئىخچاملاپ يېزىپ "نقاية"«نىقايە» دەپ ئاتىغان. ئۇسۇلى فىقھى ھەققىدە بىر كىتاب يازغان بولۇپ، ئۇنى "تنقيح"«تەنقىيە» دەپ ئاتىغان. ئاندىن ئۇنىڭغا مۇكەممەل بىر شەرھى يېزىپ، ئۇنى "توضيح" «تەۋزىيھ» دەپ ئاتىغان. شۇنداقلا مەئانى ئىلمىدە "وشاح" «ۋىشاھ» ناملىق كىتابنى يازغان. بۇ زاتنىڭ ئەسەرلىرىنىڭ فەقىھلەر نەزىرىدىكى ئورنى ناھايىتى يۇقىرى.

عبيدة، أبو عبيدة، معمر بن المثنى: (ئۇبەيدە، ئەبۇ ئۇبەيدە، مەئمەر ئىبنى مۇسەننا) (ھ 110_210 / م 728_825). بەسرەلىك تىلشۇناس. باغدادقا كېلىپ، ئەبۇ زەمىد ۋە ئەسمەئىي بىلەن مۇنازىرىلەشكەن. ئېگى يەھۇدىي بولۇپ، خاۋارىجلارغا مايىل ئىدى. ئەرەبلەرنى ئۆچ كۆرەتتى. ئۇ "المثالب" «ئەلمەسالىب»، "الخيل" «ئەلخەيل» ۋە "نقائض جرير والفرزدق" «نەقائىزۇ جەرىر ۋەلفەرەزدەق» (جەرىر بىلەن فەرەزدەقنىڭ زىددىيىتى) ناملىق كىتابلارنى يازغان.

العتاهية، أبو العتاهية، إسماعيل بن القاسم: (ئەتاھىيە، ئەبۇ ئەتاھىيە، ئىسمائىل ئىبنى قاسىم) (ھ 131_210 / م 748_825). ئابباسىي دەۋرىدىكى شائىرلاردىن بولۇپ، شېئىر يېزىشتا ئۆزگىچە ئۇسلۇبى بار ئىدى. ئۇنىڭ بىر شېئىرىي دىۋانى بار.

العُتبي (أبو نصر): (ئۇتبى، ئەبۇ نەسر) (ھ ?_428 / م ?_1036). خۇراساندا ياشىغان تارىخشۇناس. ئۇنىڭ «تارىخۇل ئۇتبى» ياكى «ئەلىيۇمنا» دەپ ئاتىلىدىغان، غەزنەۋىيلەر توغرىسىدا توختالغان تارىخىي ئەسىرى بار. مەنىينى بۇ كىتابقا شەرھ يازغان.

عثمان، آل عثمان (أو العثمانيون): (ئوسمان، ئال ئوسمان، ئوسمانىيۇن). ئوسمان ئىبنى ئەرتوغرول. ئوسمانىيلار سۇلالىسىنىڭ قۇرغۇچىسى.

عثمان بن عفان: (ئوسمان ئىبنى ئەففان) (ھ ?_35 / م ?_656). چاھاريارلارنىڭ ئۈچىنچىسى. ئۇنجى تۇركۇمدە مۇسۇلمان بولغانلاردىن. رەسۇلۇللاھنىڭ ئىككى قىزى بىلەن توي قىلغان. شۇڭا ئۇ "ذي النورين" «زىننۇرەين» (ئىككى نۇر ئىگىسى) دەپ ئاتالغان. ئۇ قۇرئان كەرىم ئوقۇۋاتقان ھالدا

قەتلى قىلىنغان.

عثمان بن مظعون: (ئوسمان ئىبنى مەزئۇن) (ھ ?_2 / م ?_624). ساھابە. جاھىلىيەت دەۋرىدە ئەرەب دانىشمىنى ئىدى. مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن ھەبەشىستانغا ھىجرەت قىلغان.

عَدِيُّ بن حاتم الطائي: (ئەدىيى ئىبنى ھاتەم تائىي) (ھ ?_68 / م ?_687). ساھابە. مۇرتەدلىككە قارشى غازاتلاردا قاتتىق قەھرىمانلىق كۆرسەتكەن. پارسلارغا قارشى غازاتقا قاتناشقان، يۈز يىلدىن ئارتۇق ئۆمۈر كۆرگەن.

عَدِيُّ بن زيد العبادي: (ئەدىيى ئىبنى زەيدىل ئىبادى) (تەخمىنەن م ?_587). ھىيرەلىك. جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن شائىر. نۇئمان ئىبنى مۇنزىرنىڭ قىزى بىلەن توي قىلغان. كېيىن نۇئمان ئۇنى زىندانغا تاشلاپ ئۆلتۈرۈۋەتكەن.

عُرَابِي باشا، أحمد: (ئۇرابى باشا، ئەھمەد) (ھ 1257_1329 / م 1841_1911). مىسىرلىق ۋەتەنپەرۋەر ئەرباب. ئۇ ئەسكىرىي قىسمىغا قاتنىشىپ، يۇقىرى ئۇنۋانلارغا ئېرىشكەن. مىسىردا پادىشاھقا قارشى ئۇرابى قوزغىلىڭىغا باشچىلىق قىلغان. قوزغىلاڭ مەغلۇپ بولغاندىن كېيىن سىيلان ئارىلىغا سۈرگۈن قىلىنغان. كېيىن مىسىرغا قايتىپ كېلىپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان.

العِراق: (ئىراق). ئىراق. ئەرەب دۆلىتى. غەرب تەرىپى سۇرىيە، ئىئوردانىيە بىلەن، شەرق تەرىپى ئىران بىلەن، جەنۇب تەرىپى سەئۇدىي ئەرەبىستان ۋە كۇۋەيت بىلەن، شىمال تەرىپى تۈركىيە بىلەن چېگرىلىنىدۇ. پايتەختى باغداد.

العَرَبّي، أبو بكر محمد بن عبد الله بن العربي: (ئەرەبىيا، ئەبۇ بەكرى مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئەرەبىيا) (ھ ?_543 / م ?_1148). ئەندەلۇسلۇق فەقىھ، مۇھەددىس، ھاپىز. ئۇنىڭ "الإنصاف في مسائل الخلاف" «ئەلئىنساق فى مەسائىلىل خىلاف» (ئىختىلاپلىق مەسىلىلەردە ھەققانىي بولۇش)، "قانون التأويل في تفسير القرآن" «قانۇنۇتتەئۋىل فى تەفسىرىل قۇرئان» (قۇرئان تەپسىرىدىكى تەئۋىل قىلىش قائىدىسى)، "شرح جامع الترمذي" «شەرھ جامىئىتتىرمىزى» ناملىق كىتابلىرى بار.

عَرَفَاتٌ (عرفة) : (ئەرەفات، ئەرەفە). مەككىگە يېقىن بىر تاغ. ھەج قىلغۇچىلار ئۇ تاغدا تۇرۇپ، دۇئا_تەكبىردە بولىدۇ. ئەرەفاتتا توختاش ھەجنىڭ رۇكنلىرىدىن بىرى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ تاغدا ۋىدالىشىش نۇتقى سۆزلىگەن.

عروة بن الزبير بن العوام: (ئۇرۋە ئىبنى زۇبەير ئىبنى ئەۋۋام) (ھ 22_94 / م 643_713). مەدىنە مۇنەۋۋەرەدىكى مەشھۇر يەتتە فەقىھنىڭ بىرى. جەننەت بىلەن بېشارەت بېرىلگەن زۇبەير ئىبنى ئەۋۋامنىڭ ئوغلى. ئۇنىڭ ئانىسى ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى سىددىقنىڭ قىزى ئەسما ئىدى. بۇ زات ھەزرىتى ئائىشەدىن ھەدىس تەلىم ئالغان. ئىبنى شىھاب زوھەرى ۋە تابىئىنلاردىن نۇرغۇن زاتلار بۇ كىشىنىڭ شاگىرتى ئىدى.

عَرِيْضَةُ، نسيب: (ئەرىيزە، نەسىب) (ھ 1305_1366 / م 1887_1946). كۆچمەن شائىر، ئەدىب. "الرابطة القلمية" «رابىتەتۇل قەلەمىيە» (قەلەمكەشلەر ئىتتىپاقى) نىڭ قۇرغۇچىلىرىنىڭ بىرى. ئۇنىڭ "الأرواح الحائرة" «ئەلئەرۋاھۇل ھائىرە» (سەرسان روھ)

ناملىق بىر دىۋانى بار.

عِزْرائيل: (ئىزرائىل، ئەزرائىل). كىشىلەرنىڭ جانلىرىنى ئېلىشقا مۇئەككەل قىلىنغان پەرىشتە.

عَزَّة كُثَيِّر: (ئەززەت كۇسەييىر) (ھ ?ـ85 / م ?ـ704). شائىر كۇسەييىرنىڭ مەشۇقى، كۇسەييىر ئۇنىڭغا ئاشىق بولغانلىقتىن، شۇ نام بىلەن ئاتىلىپ قالغان. مىسىردا ۋاپات بولغان.

العُزَّى: (ئۇززا). كەنانە ۋە قۇرەيش قەبىلىلىرىنىڭ چوقۇنىدىغان بۇتى. ئۇ جاھىلىيەت دەۋرىدىكى لات، ئۇززا، مانات قاتارلىق ئۈچ بۇتنىڭ بىرى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككە فەتھى قىلىنغان كۈنى ئۇنى چېقىۋېتىشكە بۇيرۇغان.

عَسْقَلَان: (ئەسقەلان). پەلەستىننىڭ دېڭىز ساھىلىغا جايلاشقان بىر شەھىرى.

العَسْكَرِيُّ، أبو هلال الحسن بن عبد الله: (ئەسكەرىي، ئەبۇ ھىلال ھەسەن ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ ?ـ396 / م ?ـ1005). ئەدىب ۋە شائىر. ئۇنىڭ "ديوان المعاني" «دىۋانۇل مەئانى» (مەنىلەر توپلىمى)، "كتاب الصناعتين" «كىتابۇسسانائەتەين» ۋە "الفروق اللغوية" «ئەلفۇرۇقۇللۇغەۋىيە» (تىللاردىكى پەرقلەر) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

العَسْكَرِيُّ، الحسن بن علي الهادي: (ئەسكەرىي، ھەسەن ئىبنى ئەلى ھادى) (ھ 231ـ260 / م 845ـ873). شىئە ئىمامىيە پىرقىسىدىكىلەرنىڭ ئون بىرىنچى ئىمامى.

عَسِير: (ئەسىير). 1. ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى بىر قەبىلە. 2. قىزىل دېڭىز بويىغا جايلاشقان، ھىجاز ۋە يەمەن ئارىسىدىكى بىر رايون بولۇپ، سەئۇدىي ئەرەبىستانغا تەۋە. 3. سەئۇدىي ئەرەبىستاندىكى تاغلار.

العظمة، يوسف: (ئەزمەت، يۇسۇف) (ھ 1302ـ1339 / م 1884ـ1920). سۈرىيىلىك گېنېرال. ئۇ دەمەشقنى فرانسىيە تاجاۋۇزچىلىقىدىن قۇتۇلدۇرۇش يولىدا ئېلىپ بېرىلغان "ميسلون" «مېيسلون» غازىتىدا شېھىت بولغان.

العقبة: (ئەقەبە). 1. ئىئوردانىيە، سىنا ۋە سەئۇدىي ئەرەبىستان ئارىسىدىكى قىزىل دېڭىزنىڭ شىمالىغا جايلاشقان بىر ئارال؛ 2. قىزىل دېڭىز بويىغا جايلاشقان بىر پورت، ئىئوردانىيە تەۋەلىكىدە؛ 3. ھەج قىلغۇچىلار شەيتانغا تاش ئاتىدىغان بىر جاي بولۇپ، مەككىگە يېقىن يەرگە جايلاشقان.

عقبة بن نافع: (ئۇقبە ئىبنى نافىئ) (ھ ?ـ63 / م ?ـ683). ئىسلامنىڭ دەسلەپكى مەزگىلىدىكى ھەربىي قوماندانلارنىڭ بىرى. مىسىر ۋە شىمالىي ئافرىقىنى فەتھى قىلىشقا قاتناشقان ھەمدە قەيرىۋان شەھىرىنى بىنا قىلغان.

العقاد، عباس محمود: (ئەققاد، ئابباس مەھمۇد) (ھ 1307ـ1384 / م 1889ـ1964). مىسىرلىق مۇتەپەككۇر، شائىر ۋە يازغۇچى. مازىنىي بىلەن بىرلىكتە ئەدەبىي ئوبزورچىلىق توغرىسىدا بىر كىتاب يازغان. بۇ كىشى جەمئىي سەكسەن ئۈچ پارچە كىتاب يازغان.

عَقِيلُ بن أبي طالب: (ئەقىيل ئىبنى ئەبۇ تالىب) (ھ ?ـ20 / م ?ـ680). ساھابە. قۇرەيشلەرنىڭ دانىشمىنى. ھۇدەيبىيە سۈلھىسىدىن كېيىن مۇسۇلمان بولغان.

سىففىين ئۇرۇشىدا مۇئاۋىيە تەرەپتە تۇرغان.

عِكْرِمَةُ بن أبي جهل: (ئىكرىمە ئىبنى ئەبۇ جەھىل) (ھ ?ـ 13 / م ?ـ 634). ساھابە. مەككە فەتھى بولۇپ ئۇزۇن ئۆتمەيلا مۇسۇلمان بولغان. رەسۇلۇللاھ مەككىگە كىرگەندە ئىكرىمە بىر تۈركۈم كىشىلەر بىلەن بىللە كېمە بىلەن يەمەنگە بېرىۋېلىش ئۈچۈن قېچىپ تىھامىگە كەلگەندە، ئايالى رەسۇلۇللاھتىن ئامانلىق تىلىگەن، رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭغا ئامانلىق بەرگەن. ئايالى ئۇنى ئىزدەپ كېلىپ، تىھامىدىن قايتۇرۇپ كەتكەن. ئۇ رەسۇلۇللاھنىڭ قېشىغا كېرىپ تەۋبە قىلىپ، مۇسۇلمان بولغان. رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭ مۇسۇلمان بولغىنىغا ناھايىتى خۇشال بولغان. ئۇ مۇسۇلمان بولۇشتىن ئىلگىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە مۇسۇلمانلارغا ناھايىتى ئۆچ ئىدى. بەدر ئۇرۇشىدا دادىسى ئۆلگەندىن كېيىن ئىسلامغا بار كۈچى بىلەن توسقۇنلۇق قىلغان. ئۇ مۇسۇلمان بولغان كۈنى رەسۇلۇللاھتىن كەچۈرۈم سورىغان ۋە ئۆزىنى ئاللاھ يولىغا ئاتىۋەتكەنلىكىنى جاكارلىغان. ئەمەلىيەتتىمۇ ئۇ ئىسلامغا كىرگەندىن كېيىن ناھايىتى كۆپ ياخشى ئىشلارنى قىلغان. يەرمۇكتىكى رۇم ئۇرۇشىدا زور قەھرىمانلىق كۆرسەتكەن ۋە جەڭ مەيدانىدا شېھىت بولغان.

عَكّا: (ئەككا). ئوتتۇرا دېڭىز بويىغا جايلاشقان بىر شەھەر، پەلەستىنگە تەۋە. بۇ جاينى ئەرەبلەر ھىجرىيە 17 (م 638)-يىلى فەتھى قىلغان. بىر مەزگىلدىن كېيىن خرىستىئانلار ئىشغال قىلىۋالغان. ھىجرىيە 690-يىلى (مىلادىيە 1291-يىلى) ئەرەبلەر قايتۇرۇۋالغان.

عُكاظ: (ئۇكاز). ئەرەبلەرنىڭ جاھىلىيەت دەۋرىدىكى بازىرى ۋە ئۇلارنىڭ يىللىق مۇراسىم ئۆتكۈزىدىغان جايى. جاھىلىيەت دەۋرىدە قەبىلىلەر بۇ يەرگە يىغىلاتتى. يىغىلىشتا شائىرلار ئۆزئارا مۇسابىقىلىشىپ، ئۆزلىرى يازغان شېئىرلارنى پەخىرلىنىپ دېكلاماتسىيە قىلىشاتتى. بۇ سورۇن بىر ئاي داۋاملىشاتتى.

العُكبَري (أبو البقاء): (ئۇكبەرى، ئەبۇلبەقائ) (ھ 538ـ626 / م 1143ـ1229). باغدادلىق ئەما تىلشۇناس. ئۇنىڭ "شرح ديوان المتنبي" «شەرھ دىۋانى مۇتەنەببى» (مۇتەنەببى دىۋانىنىڭ شەرھى)، "التبيان في إعراب القرآن" «ئەتتىبيان فى ئىئرابىل قۇرئان» (قۇرئاننىڭ ئىئراب (ھەرىكە)لىرى توغرىسىدا بايان) قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

علقمة فحل، علقمة بن عبدة: (ئەلقەمە فەھل، ئەلقەمە ئىبنى ئەبدە) (تەخمىنەن م ?ـ598). تەمىم قەبىلىسىدىن بولۇپ، جاھىلىيەت دەۋرىدىكى كۆزگە كۆرۈنگەن مەشھۇر شائىر. ئۇنىڭ بىر دىۋانى بار.

علقمة بن قيس: (ئەلقەمە ئىبنى قەيس) (ھ ?ـ62 / م ?ـ682). تابىئىنلارنىڭ چوڭلىرىدىن بولۇپ، ئىبنى مەسئۇد، ھەزرىتى ئۆمەر، ئەلى، ئەبۇ دەردائلاردىن ئىلىم ئۆگەنگەن. فىقھى ئىلىمدە ئەبۇ دەردا بىلەن تەڭ دەپ قارىلاتتى. ھەتتا ئىبنى مەسئۇد: ئەلقەمە بىلمەيدىغان ھېچقانداق مەسىلە يوق، دەپ ماختىغانىدى. ساھابىلەرنىڭ كۆپىنچىسى ئىشلاردا ئەلقەمەنىڭ ئاغزىغا قارايتتى.

علوم الأدب: (ئۇلۇمۇلئەدەب). ئەدەبىيات ئىلمى، تىل، گراماتىكا، سەرف، بالاغەت، ئوبزورچىلىق، شېئىر ۋە ئىجادىيەت ئىلمى قاتارلىقلارنىڭ ئومۇمىي ئاتىلىشى.

العَلَوِيَّة: (ئەلەۋىيە). ماراكەشتە ھۆكۈم سۈرگەن بىر سۇلالە. ئۇنى رەشىد (ھ ?ـ1088 / م ?ـ1666) قۇرغان.

العَلَوِيُّون: (ئەلەۋىيۇن). 1. ئۆزىنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبنىڭ ئەۋلادى دەپ قارايدىغانلار. 2. ئەلەۋىيىن تاغلىرىغا جايلاشقان نەسرىيە تائىپىسى. ئۇلار ھەممىسى ۋە ئۇنىڭ ئەتراپلىرى شۇنداقلا ھەما، ھەلەب رايونلىرىغا تارقىلىپ كەتكەن.

علي بن أبي بكر عبد الجليل الفرغاني: (ئەلى ئىبنى ئەبۇ بەكرى ئىبنى ئابدۇجېلىل پەرغانى) (ھ ?ـ993 / م ?ـ1585). فىقھىشۇناس ھەم ھەدىسشۇناس، تەپسىرشۇناس ئەللامە. نۇرغۇن پەنلەردە يۇقىرى سەۋىيە ھاسىل قىلغان. ھەنەفىي فىقھىسىدىكى مەشھۇر كىتاب "هداية" «ھىدايە» مۇشۇ زاتنىڭ ئەسىرىدۇر. ھىدايىدىن باشقا "منتقى" «مۇنتەقا»، "نشر المذهب" «نەشرۇل مەزھەپ»، "تجنس" «تەجنىس»، "مزيد" «مەزىيد»، "كتاب في الفرائض" «كىتابۇ فىل فەرائىز» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان. بۇ زات ھەنەفىي مەزھىپىدىكى مەسىلىلەرنى پۇختىدا بىلەتتى. ئۇنىڭ «ھىدايە» ناملىق كىتابى ئۆلىمالار تەرىپىدىن ئالقىشلىنىپ، ئەسىرلەر بويى پازىللار ۋە فەقىھلەر مۇراجىئەت ۋە دەرسلىك قىلىدىغان مۇھىم ئەسەر بولۇپ كېلىۋاتىدۇ.

علي بن أبي طالب: (ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب) (ھ ?ـ40 / م ?ـ661). چاھارىيارلارنىڭ تۆتىنچىسى بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى فاتىمە زەھرانىڭ ئېرى. تەبۇكتىن باشقا ھەممە غازاتلارغا قاتناشقان. تەبۇك غازىتىدا رەسۇلۇللاھ ئۇنى ئائىلىسىگە قاراشقا قويۇپ قويغان. ئۇنىڭ بىلەن مۇئاۋىيە ئوتتۇرىسىدا سىففىين جېڭى يۈز بەرگەن بولۇپ، بۇ جەڭ سۈلھى بىلەن ئاياغلاشقان. ئۇ باشقىلار تەرىپىدىن قەتل قىلىنغان.

علي بن الجهم: (ئەلى ئىبنى جەھمى) (ھ ?ـ249 / م ?ـ863). ئابباسىيلار دەۋرىدە ئۆتكەن بىر شائىر. ئۇنىڭ نەشر قىلىنغان بىر شېئىرىي دىۋانى بار.

علي بن سلطان محمد قاري: (ئەلى ئىبنى سۇلتان مۇھەممەد قارى) (ھ ?ـ1014 / م ?ـ1605). مەشھۇر ئالىم. ھىراتتا تۇغۇلۇپ، مەككىدە ۋاپات بولغان. مىشكات شەرىفنىڭ شەرھىسى "شرح الشاطبية" «شەرھى شاتىبىيە»، "الأثمار الجنية" «ئەلئەسمارۇل جەنىيە»، "نزهة الخاطر" «نۇزھەتۇل خاتىر»، "شرح مؤطا محمد" «شەرھى مۇۋەتتا مۇھەممەد»، "سند الأنام" «سەنەدۇل ئەنام»، "فرائد القلائد" «فەرائىدۇل قەلائىد»، "باب فتح العناية في شرح النقاية" «بابۇ فەتھىل ئىنايە فى شەرھى نىقايە» قاتارلىق كىتابلار ئۇنىڭ مۇھىم ئەسەرلىرىدۇر.

علي بن محمد إسماعيل: (ئەلى ئىبنى مۇھەممەد ئىسمائىل) (ھ 459ـ535 / م 1066ـ1140). ئىسفاھانلىق ئالىم. شەيخۇلئىسلام نامى بىلەن تونۇلغان. ئۇ نۇرغۇن فەقىھلەرنى يېتىشتۈرگەن. «ھىدايە»نىڭ مۇئەللىپى ئۇنىڭ شاگىرتلىرىدىندۇر. ئۇ "مختصر الطحاوي" «مۇختەسەر تەھاۋىي»، "مبسوط" «مەبسۇت» ناملىق كىتابلارنى يازغان.

علي محمد بن عبد الكريم بن موسى البزدوي: (ئەلى ئىبنى ئابدۇلكەرىم ئىبنى

مۇسا بەزدەۋىي) (تەخمىنەن ھ 400 ـ 482 / م 1009 ـ 1089). مەشھۇر پېشۋا ئالىم. نۇرغۇن قىممەتلىك ئەسەرلەرنى يازغان. 11 جىلدلىق "مبسوط" «مەبسۇت» ناملىق كىتاب، شۇنداقلا "جامع الكبير" «جامىئۇل كەبىر» نىڭ شەرھى، "جامع الصغير" «جامىئۇسسەغىر» نىڭ شەرھى مۇشۇ زاتنىڭ ئەسىرىدۇر. ئۇسۇلى فىقھى ھەققىدە يازغان "أصول بزدوي" «ئۇسۇلى بەزدەۋىي» ناملىق ئەسىرى مەشھۇردۇر.

علي بن محمد بن علي: (ئەلى ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ئەلى) (ھ ? ـ 740 / م ? ـ 1339). مەشھۇر ئالىم. «سەيىد شەرىف» ۋە «سەيىد جۇرجانى» دېگەن ناملار بىلەن مەشھۇر. ئۇ "تفسير كشاف" «تەفسىر كەششاف» نىڭ يىرىمىغا ھاشىيە يازغان. مەنتىق ھەققىدە "مطالع" «مەتالىئ»، "شمسية" «شەمسىيە»، "إشارات" «ئىشارات» ناملىق كىتابلارغا شەرھى يازغان. ئۇنىڭ "حكمة العين" «ھىكمەتۇل ئەيىن» گە يازغان شەرھىسى "شرح قطبي" «شەرھى قۇتبى» دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان. بۇ زات يەنە "فرائض سراجي" «فەرائىز سىراجى»، "ايسا غوجي" «ئىساغوجى» ناملىق كىتابلارغىمۇ شەرھى يازغان. بۇ زاتنىڭ ئەرەب تىلى گرامماتىكىسى ھەققىدە يازغان پارسچە "صرف مير" «سەرفى مىير»، "نحو مير" «نەھۋى مىير» ناملىق رىسالىلىرى بار.

علي يوسف، الشيخ: (ئەلى يۇسۇف شەيخ) (ھ 1280 ـ 1332 / م 1863 ـ 1913). ئىسلام ئاخباراتچىلىقىنىڭ پېشۋاسى. قاھىرەدە ۋاپات بولغان. "الآداب" «ئەلئاداب» ژۇرنىلىنى ۋە "المؤيد" «ئەلمۇئەييەد» گېزىتىنى تەسىس قىلغان. مىسىر ۋە شەرق ئىسلام ئەللىرىنىڭ سىياسىي ساھەسىگە ناھايىتى زور تۆھپە قوشقان.

عمار بن ياسر: (ئەممار ئىبنى ياسىر) (ھ ? ـ 37 / م ? ـ 657). ساھابە. تۇنجى تۈركۈمدە مۇسۇلمان بولغان. ئاتىسى ياسىر، ئانىسى سۇمەييە ئىسلام يولىدا شېھىت بولغانلارنىڭ تۇنجىسىدۇر. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرلىكتە نۇرغۇن جەڭلەرگە قاتناشقان. سىففىين ئۇرۇشىدا ھەزرىتى ئەلى تەرەپدارى بولۇپ ئۆلتۈرۈلگەن.

عمان: (ئۇممان، ئەممان). ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ شەرقىي جەنۇبىدىكى ئۇممان سۇلتانلىقى. پايتەختى مەسقەت.

عمر بن أبي ربيعة: (ئۇمەر ئىبنى ئەبۇ رەبىيئە) (ھ 24 ـ 93 / م 644 ـ 711). ئۇمەييىلەر دەۋرىدە ئۆتكەن لىرىك شائىر. ئۇنىڭ بىر دىۋانى بار.

عمر بن إسحاق بن أحمد أبو حفص سراج الدين الهندي الغزنوي: (ئەمرى ئىبنى ئىسھاق ئىبنى ئەھمەد ئەبۇ ھەفسە سىراجىدىن ھىندى غەزنەۋىي) (ھ 704 ـ 763 / م 1304 ـ 1361). ھىندىستانلىق. مىسىرنىڭ قازىسى بولغان. فىقھشۇناس، ئالىم. كۆپلىگەن ئەسەرلەرنى يازغان. «ھىدايە»نىڭ شەرھىسى "توشيح" «تەۋشىھ»، فىقھى ھەققىدە "شامل" «شامىل»، "زبدة الأحكام" «زۇبدەتۇل ئەھكام»، "شرح بديع الأصول" «شەرھ بەدىيئۇل ئۇسۇل»، "شرح المغني" «شەرھۇلمۇغنى»، شۇنداقلا ھەنەفىي مەزھىپىنىڭ باشقا مەزھەپلەردىن ئالاھىدە ئىكەنلىكىنى بايان قىلىدىغان "المعزة الحنفية" «ئەلمۇئىززەتۇل ھەنەفىي» ناملىق كىتابلارنى يازغان. شۇنداقلا "شرح المنار" «شەرھۇل مەنار»، "شرح عقيدة الطحاوي" «شەرھى ئەقىدە تەھاۋىي»، "شرح المختار" «شەرھۇل مۇختار» ناملىق ئەسەرلەرنىمۇ يازغان.

عمر بن الخطاب: (ئۆمەر ئىبنى خەتتاب) (ھ ؟ ـ 23 / م ؟ ـ 644). چاھارىيارلارنىڭ ئىككىنچىسى. مۆئمىنلەرنىڭ خەلىپىسى. ئۇنىڭ ئادالىتى ئۆرنەك قىلىنىپ مىسال تەرىقىسىدە تىلغا ئېلىنىدۇ. دىۋان مەھكىمىسى تەسىس قىلغان. نۇرغۇن شەھەرلەرنى بىنا قىلغان. ھىجرىيە كالېندارىنى تۇنجى ئوتتۇرىغا قويغان. ئۇنىڭ دەۋرىدە ئىسلام فەتھىچىلىكى تازا راۋاجلانغان.

عمر بن عبد العزيز: (ئۆمەر ئىبنى ئابدۇل ئەزىز) (ھ 61 ـ 101 / م 681 ـ 720). ئۇمەييىلەر خەلىپىسى. كەڭ قورساقلىقى ۋە تەقۋالىقى بىلەن شۆھرەت قازانغان. ھەتتاكى تۇغرا يولدىكى خەلىپىلەرنىڭ بەشىنچىسى دېگەن نامغا ئېرىشكەن.

عمر المختار: (ئۆمەر مۇختار) (ھ 1274 ـ 1350 / م 1858 ـ 1931). لىۋىيە رەھبىرى، مۇجاھىد. غەربىي تەرابۇلۇستا ئىتالىيە مۇستەملىكىچىلىكىگە قارشى تۇرغان. تۇرمىگە قامىلىپ، كېيىن دارغا ئېسىپ ئۆلتۈرۈۋېتىلگەن.

عمران بن حصين، ابن عبيد الخزاعي، أبو عبيد: (ئىمران ئىبنى ھۇسەين، ئىبنى ئۇبەيدىل خۇزائى، ئىبنى ئۇبەيد) (ھ ؟ ـ 52 / م ؟ ـ 672). مەشھۇر ساھابە. ھىجرەتنىڭ 7 ـ يىلى مۇسۇلمان بولغان. خەلىپە ئۆمەر تەرىپىدىن بەسرەگە دىن ئۆگىتىش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن فەقىھ ساھابىلارنىڭ بىرى. كېيىن بەسرەگە قازى بولغان. 130 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

عِمْرَانُ بن حطّان السّدوسي: (ئىمران ئىبنى ھەتتان سۇدۇسىي) (تەخمىنەن ھ ؟ ـ 84 / م ؟ ـ 703). بەسرەلىك. ئىبازىيە مەزھىپىدىكى شائىر ۋە ناتىق.

عمرو بن دينار: (ئەمرى ئىبنى دىنار) (ھ 46 ـ 126 / م 666 ـ 743). كاتتا تابىئىنلاردىن بولۇپ، مەككىگە مۇپتى بولغان. ئەسلى پارىسلاردىن. سەنئادا تۇغۇلۇپ، مەككىدە ۋاپات بولغان. ئۇ 500 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

عمرو بن العاص: (ئەمرى ئىبنى ئاس) (ھ ؟ ـ 43 / م ؟ ـ 664). پاراسەتلىك، مەشھۇر قوماندان. ھۇدەيبىيەدىن كېيىن مۇسۇلمان بولغان. مىسىرنى فەتھى قىلىپ، ئۇنىڭغا ۋالىي بولغان. ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنى مىسىر ۋالىيلىقىدىن قالدۇرۇۋەتكەن. مۇئاۋىيە قايتىدىن مىسىرغا ۋالىي قىلىپ تەيىنلىگەن.

عمرو بن عبيد (أبو عثمان): (ئەمرى ئىبنى ئۇبەيد، ئەبۇ ئوسمان) (ھ ؟ ـ 144 / م ؟ ـ 761). مەشھۇر زاھىد. مۇئتەزىلىلەر پىرقىسىنىڭ پېشىۋاسى. بەلختە تۇغۇلۇپ، بەسرەدە ياشىغان. خەلىپە مەنسۇر ئابباسىي ئۇنى يېقىنلىرى قاتارىدا كۆرگەن. مەنسۇر ۋاپات بولغاندا، ئەمىر ئىبنى ئۇبەيد ئۇنىڭغا ئاتاپ مەرسىيە يازغان. ئۇ ئالىملىقى ۋە زاھىدلىقى بىلەن مەشھۇر بولغان. ئۇنىڭ نۇرغۇن ماقالە، نۇتۇق ۋە كىتابلىرى بار. "التفسير" «تەفسىر»، "الرد على القدرية" (قەدرىيەلەرگە رەددىيە) شۇ كىتابلار جۈملىسىدىندۇر.

عمرو بن كلثوم: (ئەمرى ئىبنى كۇلسۇم) (تەخمىنەن م ؟ ـ 584). جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن شائىر. مۇئەللەقاتنىڭ ئاپتورلىرىدىن بىرى. ئۇنىڭ بىر شېئىرىي دىۋانى بار.

عمرو بن هند: (ئەمرى ئىبنى ھىندى) (م ؟ ـ 578). ھىيرەنىڭ جاھىلىيەت دەۋرىدىكى

پادىشاھلىرىنىڭ بىرى. ئۇ غەسسانلارغا قارشى پارسلار بىلەن ئىتتىپاق تۈزگەن.

العميد، ابن العميد، علي بن محمد، أبو الفتح: (ئەمىد ئىبنى ئەمىد، ئەلى ئىبنى مۇھەممەد ئەبۇ فەتھى) (ھ ؟ـ 366 / م ؟ـ 977). كاتىپلار ئارىسىدىن چىققان شائىر ۋە ۋەزىر. خەلىپە تائىي ئۇنىڭغا "ذي الكفايتين" «ئەلەم ھەم قەلەمدە يېتىشكەن» دەپ نام بەرگەن.

عنترة بن شداد العبسي: (ئەنتەرە ئىبنى شەددادۇ ئەبەسىي) (تەخمىنەن م 525ـ 615). جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن شائىر ۋە چەۋەنداز. مۇئەللەقاتنىڭ ئاپتورلىرىدىن بىرى. قىلىچۋازلىقى ۋە باتۇرلۇقىغا تايىنىپ ئۆز ئەركىنلىكىنى ساقلىغان. تاغىسىنىڭ قىزى ئەبلەگە ئاشىق بولۇپ قېلىپ، شېئىرلىرىدا ئەبلەنى كۈيلىگەن. مەخسۇس شېئىرلار توپلىمى بار. قىسسىچىلەر ئەنتەرە ھەققىدە "سيرة عنترة" (ئەنتەرەنىڭ تەرجىمھالى) دېگەن قىسسىنى يازغان.

عيسى: (ئىسا). ئىسا ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى مەريەمنىڭ ئوغلى بولۇپ، بەنى ئىسرائىل پەيغەمبەرلىرىنىڭ ئاخىرقىسى ئىدى. ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ لەقىبى مەسىھتۇر. مەسىھ ئىبرانىچە سۆز بولۇپ، مۇبارەك دېگەن مەنىدە. ئىسا ئەلەيھىسسالام قۇرئان كەرىمدە 25 ئورۇندا ئىسا نامى بىلەن، 11 ئورۇندا مەسىھ نامى بىلەن ۋە 23 ئورۇندا ئىبنى مەريەم سۆزى بىلەن تىلغا ئېلىنىدۇ. ئىسا ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە رەسۇلى بولۇپ، ئاللاھ تەرىپىدىن ھەزرىتى مەريەمگە ئىلقا قىلىنغان روھتۇر. ئىسا ئەلەيھىسسالام مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇغۇلۇشىدىن 600 يىلدىن كۆپرەك ۋاقىت بۇرۇن دۇنياغا كەلگەن. ئاللاھ ئىسا ئەلەيھىسسالامنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىپ، ئۇنىڭغا ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۇرۇش، ئەمالارنىڭ كۆزىنى ئېچىش، بەرەس كېسىلىنى ساقايتىشتەك مۆجىزىلەرنى ئاتا قىلغان. ئىسا ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنى تەۋھىد ئەقىدىسىگە دەۋەت قىلغان. ئەمما يەھۇدىيلار بۇنى ئىنكار قىلىپ، ئىسا ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرمەكچى بولغان. ئۇلار ئىسانىڭ سۈرىتىدىكى بىر كىشىنى ئىسا دەپ ئېسىپ ئۆلتۈرگەن. ئاللاھ ئىسا ئەلەيھىسسالامنى 33 يېشىدا ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ كەتكەن. قۇرئان كەرىمنىڭ روھى ۋە سەھىھ ھەدىسلەرنىڭ مەزمۇنىغا ئاساسلانغاندا ئىسا ئەلەيھىسسالام قىيامەت بولۇشىنىڭ ئالدىدا ئاسماندىن چۈشۈپ، ئىسلامىي دەۋەتنى داۋاملاشتۇرۇپ، ئىسلام شەرىئىتى بويىچە ھۆكۈم چىقىرىدۇ.

العين: (ئەلئەين). ئەرەب بىرلەشمە خەلىپىلىكى ئەبۇ زەبىي ئەمىرلىكىدىكى بىر شەھەر بولۇپ، ئەرەب بىرلەشمە خەلىپىلىكى ئۇنىۋېرسىتېتى مۇشۇ شەھەرگە جايلاشقان.

العين، كتاب العين: (ئەلئەين، كىتابۇلئەين). خەلىل ئىبنى ئەھمەد تۈزگەن تىلشۇناسلىقتا ئالاقىدار قامۇس. ئۇ كىتابتىكى مەزمۇنلارنى ئىستاتىستىكا ئۇسۇلى بويىچە توپلىغان. ئۇ كىتابنى تاۋۇش چىقىرىش ئورگانلىرىنىڭ ئەڭ تۆۋەنكى قىسمىدىن چىقىدىغان تاۋۇشلاردىن باشلاپ تاۋۇشلارنىڭ چىقىش ئورنى بويىچە رەتلىگەن.

عين شمس: (ئەين شەمس). مىسىر شەھىرىدىكى بىر شەھەر. ھازىرقى قاھىرە ئۆلكىسىنىڭ بىر قىسمى. ئەين شەمس ئۇنىۋېرسىتېتى مۇشۇ شەھەرگە جايلاشقان.

عيون الأنباء في طبقات الأطباء: (ئۆيۈنۇل

ئەنبا فـي تەبقاتـل ئەتىببا). تېـۋىپلار تەرجىمىھالى ھەققىدە يېزىلغان كىتاب. ئىبنى ئەبۇ ئۇسەيبە يازغان.

عيون التواريخ: (ئۇيۇنۇتتەۋارىخ). ئىبنى شاكىر كۇتۇبىي تۈزگەن چوڭ ھەجىملىك تارىخ ئېنسىكلوپېدىيىسى. ھىجرىيە 760 (م 1359)-يىلىغىچە يۈز بەرگەن ۋەقەلىكلەر يىل تەرتىپى بويىچە خاتىرىلەنگەن.

العَيّاشي، عبـد الله بـن محمـد: (ئەييياش ئابدۇللاھ ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ؟ـ1037 / م ؟ـ1627). ماراكەشلىك سەييياھ. ئۇنىڭ "الرحالـة العياشـية" «ئەررىھالەتۇلئەيياشىيە» (ئەيياشىنىڭ ساياھەت خاتىرىسى) ناملىق كىتابى بار.

# غ

غَرْنَاطَـــة: (غەرنـاتە). ئەنـدەلۇس (يەنـى ئىسپانىيە)تىكى بىر شەھەر. ئىسلام-ئەرەب مەدەنىيىتىنىڭ مەركەزلىرىدىن بىرى بولغان. ھىجـــرىيە 633-يىلىـــدىن 898 (م 1235-1492)-يىلغىچە بەنى ئەھمەر سۇلالىسىنىڭ پايتەختى بولغان. بۇ جايدا ئەرەبلەرگە ئائىت "قـصر الحمـراء" «قەسرۇل ھەمرا» (قىزىل ساراي) يادىكارلىقى بار.

الغزال، يحى بن الحكم الجيـاني: (غەززال، يەھيا ئىبنى ھەكەم جىيانى) (ھ 158-250 / م 774-864). ئەندەلۇسلۇق شـائىر ۋە سىياسىيون، ئۇمەييىلەرنىڭ خەلىپىسى ئابدۇراھمانII نىڭ ياردەمچىلىرىدىن بىرى.

الغَزَّالِي، الغَزَالِي، أبو حامد محمد بن محمـد: (غەززالى، غەززالى ئەبۇ ھامىد مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ?-505 / م ?-1111). پەيلاسوپ، فەقىھ. "حجة الإسلام" «ھوججەتۇل ئىسلام» نامى بىلەن مەشھۇر بولغان. تۇنىس شەھىرىدە تۇغۇلغان. باغداد، دەمەشىق، قۇددۇس، قاھىرە، مەككە-مەدىنىلەرنى ئايلانغان. "تهافت الفلاسفة" «تەھافۇتۇل فەلاسىفە» (پەيلاسوپلارنىڭ ھالاكىتى)، "مقاصد الفلاسفة" «مەقاسىدۇل فەلاسىفە» (پەيلاسوپلارنىڭ مەقسەتلىرى)، "إحياء علوم الدين" «ئىھيائۇ ئۇلۇمىددىن» (دىنىي ئىلىملەرنى گۈللەندۈرۈش)، "المنقذ من الضلال" «ئەلمۇنقىزۇ مىنەززەلال» (ئازغۇنلارنىڭ نىجاتكارى) قاتارلىق مەشھۇر ئەسەرلىرى بار.

غزة: (غەززە). پەلەستىنىنىڭ جەنۇبىغا، ئوتتۇرا دېڭىز بويىغا جايلاشقان بىر شەھەر.

الغزنويون: (غەزنەۋىيۇن). غەزنەۋىيلەر سۇلالىسى. ھىجرىيە 351-يىلىدىن 583 (م 962-1178)-يىلىغىچە ئافغانىستان ۋە پەنجاپ رايونىغا ھۆكۈمرانلىق قىلغان تۈرك خانىدانلىقى. پايتەختى غەزنە، قۇرغۇچىسى ئالىپ تىكىن. ئاخىرقى پادىشاھى خىسراۋ شاھ.

الغـزولي، علـي بـن عبـد الله البـهائي: (غەزۋەلى، ئەلى ئىبنى ئابدۇللاھ بەھائى) (ھ ?-824 / م ?-1412). تۈرك خەلقىدىن چىققان ئەدىب، شائىر. ھاياتىنىڭ كۆپ قىسمىنى دەمەشقتە ئۆتكۈزگەن. ئۇنىڭ "مطالع البدور في منازل السرور" «مەتالىئۇل بۇدۇر فى مەنازىلىسسۇرۇر» ناملىق كىتابى بار.

غَطَفَان: (غەتفان). ھىجازنىڭ شىمالىغا ماكانلاشقان ئەڭ چوڭ ئەرەب قەبىلىسى.

غِفَـارُ: (غىفار). ھىجازدىكى ئەرەب قەبىلىسى، مەككىنى فەتھى قىلىشقا قاتناشقان. مۇرتەدلەرگە قارشى ئۇرۇشتا ئاجايىپ قەھرىمانلىق كۆرسەتكەن.

الغَلايـيني، الـشيخ مـصطفى محمـد: (غەلايىينى، شەيخ مۇستاپا مۇھەممەد) (ھ 1303-1363 / م 1885-1944). لىۋانلىق يازغۇچى، شائىر، ناتىق. ئۇنىڭ "رجـال

المعلقات العشر" «رىجالۇل مۇئەللەقاتىل ئەشرى» ، "جامع الدروس العربية" «جامىئۇددۇرۇسلئەرەبىيە» ناملىق كىتابلىرى ۋە بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

غياث الدين بن همام الدين الشيرازي، خواندمير: (غىياسۇددىن ئىبنى ھۇمامىددىن شىرازى، خەۋاندىمىر) (ھ ؟ ـ 942 / م ؟ ـ 1535). شىرازلىق تارىخشۇناس. ئۇ مەشھۇر "حبيب السير" «ھەبىبۇسسىيەر» ۋە "خلاصة الأخبار" «خۇلاسەتۇل ئەخبار» ناملىق كىتابلارنى يازغان. پادىشاھ بابۇرنىڭ خىزمىتىدە بولۇپ، ناھايىتى زور ئىناۋەتكە ئېرىشكەن.

غَيْلَانُ بن مسلم، أبو مروان الدمشقي: (غەيلان ئىبنى مۇسلىم) (تەخمىنەن ھ ؟ ـ 105 / م ؟ ـ 723). قەدەرىيە مەزھىپىدىكى كالامشۇناس. ئىمام ئەۋزائىي بىلەن مۇنازىرىلەشكەن. ئۇ باتىل ئەقىدىسىدىن ۋاز كەچمىگەنلىكى ئۈچۈن، ئىمام ئەۋزائىي ئۇنىڭغا ئۆلۈم جازاسى بېرىشكە پەتىۋا بەرگەن. ئۇنىڭغا بېرىلگەن دارغا ئېسىش جازاسى دەمەشىق قۇۋۇقلىرىنىڭ بىرىدە ئىجرا قىلىنغان.

# ف

فَارابُ: (فاراب). قەدىمي شەھەر. ھازىر قازاقىستان جۇمھۇرىيىتى تەۋەسىدە.

الفارَابِيُّ، أبو إبراهيم إسحاق بن إبراهيم: (فارابى، ئەبۇ ئىبراھىم ئىسھاق ئىبنى ئىبراھىم) (ھ ?-350 / م ?-961). فارابلىق تىلشۇناس. "ديوان الأدب" «دىۋانۇل ئەدەب» ناملىق لۇغەت كىتابىنى تۈزگەن. بۇ لۇغەت سۆزلەرنىڭ ئاخىرقى ھەرپىنى ئاساس قىلغان ھالدا رەتكە تۇرغۇزۇلغان.

الفارَابِي، أبو نصر محمد بن محمد: (فارابى، ئەبۇ نەسرى مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 257-339 / م 870-950). فارابلىق داڭلىق پەيلاسوپ. ئالدى بىلەن يۇرتى فارابدا، ئاندىن باغداد ۋە ھىراتتا ئىلىم تەھسىل قىلغان. ھەلبىتە پادىشاھ سەيفۇددەۋلە ئوردىسىدا بىر مەزگىل تۇرغان. دەمەشقتە ۋاپات بولغان. ئۇ ئارىستوتېلدىن كېيىنكى «ئىككىنچى ئۇستاز» دەپ ئاتالغان. ئۇ نۇرغۇن ئەسەر يازغان بولۇپ، "الجمع بين رأي الحكيمين" «ئەلجەمئۇ بەينە رەئيىل ھەكىيمەين» (ئىككى ھۆكۇما پىكرىنىڭ يىغىندىسى)، "التوطئة في المنطق" «ئەتتەۋتىئە فىل مەنتىق»، "آراء أهل المدينة الفاضلة" «ئارائۇ ئەھلىل مەدىنەتىل فازىلە» (پەزىلەتلىك شەھەر ئاھالىسى) قاتارلىقلار شۇ ئەسەرلەر جۈملىسىدىندۇر.

الفارسيُّ: أبو عليّ الحَسَن بن أحمد: (فارسي، ئەبۇ ئەلى ھەسەن ئىبنى ئەھمەد) (ھ ?-377 / م ?-987). تىلشۇناس، گراماتىكشۇناس. ئىسلام ئەللىرىنى ئايلىنىپ، باغدادتا ماكانلىشىپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئىبنى جۇنەي قاتارلىق نۇرغۇن كىشىلەر ئۇنىڭدىن تەلىم ئالغان. ئۇ "الإيضاح" «ئەلئىيزاھ»، "التكملة" «ئەتتەكمىلە» ۋە "الحجة في القراءات" «ئەلھوججەت فىل قىرائات» ناملىق كىتابلارنى يازغان.

فاسٌ: (فاس). ماراكەشتىكى بىر شەھەر. "جامعة القرويين" «جامىئەتۇل قەرۋىيىن» (ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتى) مۇشۇ شەھەرگە جايلاشقان. بۇ جاي بىرنەچچە ئەسىر ماراكەشنىڭ پايتەختى بولغان.

الفاسيُّ: تقي الدين محمد بن أحمد: (فاسي، تەقىيۇددىن مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد) (ھ 775-832 / م 1373-1428). ماراكەشنىڭ فاس شەھىرىدىن. مۇھەددىس. ئۇنىڭ "شفاء الغرام بأخبار البلد الحرام" «شىفائۇل غەرام بىئەخبارىل بەلەدىل ھەرام» (مەككە تارىخى)، "المقنع في أخبار الملوك والخلفاء" «ئەلمۇقنىئ فى ئەخبارىل مۇلۇكى ۋەلخۇلەفا» (شاھلار ۋە خەلىپىلەر تارىخى ھەققىدە ئومۇمىي بايان) ناملىق كىتابلىرى بار.

الفاسي، علاّل بن عبد الواحد: (فاسي ئەللال ئىبنى ئابدۇل ۋاھىد) (ھ 1326-1394 / م 1908-1974). ماراكەشلىك مۇتەپەككۇر،

ئەدەب، سىياسىيون. ھىجرىيە 1356 (م 1937) - يىلى ماراكەش مىللىي پارتىيىسىنى، ھىجرىيە 1366 (م 1946) - يىلى مۇستەقىللىق پارتىيىسىنى قۇرغان. دىنىي ئىشلار ۋازارىتىنىڭ مىنىستىرى بولغان. ئۇ فرانسىيە ۋە ئىسپانىيە باسمىچىلىرىغا قارشى تۇرۇشتا ئاجايىپ زور تىرىشچانلىقلارنى كۆرسەتكەن.

الفاطميون، الدولة الفاطمية: (فاتىمىيون، ئەددەۋلەتۇل فاتىمىيە، فاتىمىيلەرسۇلالىسى). شىمالىي ئافرىقىدا قۇرۇلغان سۇلالە. بۇ سۇلالە ئىمام ئەلى ۋە ئۇنىڭ ئايالى فاتىمە زەھراغا نىسبەت بېرىلگەن. ھىجرىيە 297 - 567 (م 909 - 1171) - يىللاردا كېڭىيىپ مىسىر، پەلەستىننى ۋە سۇرىيىنىڭ نۇرغۇن قىسمىنى ئۆزىگە قوشۇۋالغان. داڭلىق ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتى مۇشۇ سۇلالە دەۋرىدە قۇرۇلغان. بۇنىڭ بىلەن قاھىرە باغداد بىلەن رىقابەتلىشەلەيدىغان بولغان.

الفَتْح: أبو الفتح الاسكندري: (فەتھى، ئەبۇ فەتھى ئىسكەندەرىي). ھەممەدانىلىق بەدىئۇز زامانىنىڭ «ماقامات» ناملىق ھېكايەتلەر توپلىمىدىكى ۋەقەلىكلەردىكى باش پېرسوناژ.

فُتُوحُ الْبُلْدانِ: (فۇتۇھۇل بۇلدان). ئەھمەد ئىبنى يەھيا بەلازىرىيىنىڭ تارىخ ۋە ھۆكۈمدارلىق توغرىسىدا يازغان كىتابى.

فتوح مصر والمغرب: (فۇتۇھۇ مىسرى ۋەلمەغرىب). ئابدۇراھمان ئابدۇلھەكەم مىسرىنىڭ تارىخ توغرىسىدا يازغان كىتابى. ئۇ مىسىر، شىمالىي ئافرىقا ۋە ئەندەلۇستىكى ئىسلام فەتھلىرى ۋە ئىسلام دىنىنىڭ تارقىلىشىغا ئائىت ئىشلار خاتىرىلەنگەن ئەڭ قەدىمىي ۋەسىقە ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭ «ئافرىقا ۋە ئەندەلۇستىكى غەلىبىلەر» ناملىق كىتابىمۇ بار.

الفِجَار، حَرْبُ الفِجَار: (فىجار، ھەربۇل فىجار). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 20 ياشقا كىرگەنىدە قۇرەيش ۋە ئۇلارنىڭ ئىتتىپاقداشلىرى بىلەن قەيس قەبىلىسى ئوتتۇرىسىدا بولغان ئۇرۇش. (بۇ ئۇرۇشتا ھارام قىلىنغان نەرسىلەر ھالال سانالغانلىقى ئۈچۈن، پاكى ئۇرۇش چەكلەنگەن ئايلاردا يۈز بەرگەنلىكى ئۈچۈن «گۇناھكار ئۇرۇشى» دەپ ئاتالغان.

الفجيرة: (ئەلفۇجەيرە). ئەرەب بىرلەشمە خەلىپىلىكىدىكى بىر ئەمىرلىك. ئەمىرلىكنىڭ مەركىزىي شەھىرى ئەلفۇجەيرە.

فخر الدين الرازي، أبو عبد الله محمد بن عمر بن حسين الرازي: (ئىمام پەخرۇددىن رازى، ئابدۇللاھ مۇھەممەد ئىبنى ئەمرى ئىبنى ھۈسەيىن رازى) (ھ 544 - 606 / م 1149 - 1209). شافىئىي مەزھىپىدىكى كاتتا ئالىم. تۈرلۈك ژانىرلاردا كۆپلىگەن ئەسەرلەرنى يازغان. "تفسير كبير" «تەفسىر كەبىر» ناملىق چوڭ ھەجىملىك تەپسىرى، فىقھىغا دائىر "كتاب البيان والبرهان" «كىتابۇل بايان ۋەلبۇرھان»، "المحصول" «مەھمۇل»، ئىلمى كالامغا دائىر "ملخص" «مۇلەخخەس»، "شرح الإشارات" «شەرھۇل ئىشارات»، "عيون الحكمة" «ئۇيۇنۇلھىكمەت»، "الوجيز" «ئەلۋەجىز»، "المطالب العالية" «ئەلمەتالىبۇل ئالىيە»، "نهاية العقول" «نىھايەتۇل ئۇقۇل» قاتارلىق ئەسەرلىرى كەڭ دائىرىدە تارقىلىپ، ئۇلىمالارنىڭ ئالقىشىغا ئېرىشكەن. ئىنتايىن ناتىق بولۇپ، ئەرەبچە ۋە پارسچە نۇتۇق سۆزلەپ كىشىلەرنى يىغلىتىۋېتەتتى. بۇ زات ھىراتتا ئىلمى سورۇن تۈزگەنىدە، سورۇنغا ھۆكۈمدار ۋە ئاكابىرلار قاتنىشاتتى. سورۇندا

تۈرلـــۈك مەزھەپتىكىلەرنىـــڭ ســـۈرىغان سوئاللىرىغا قانائەتلىنەرلىك جاۋاب بېرەتتى. ھىراتتا شەيخۇلئىسلام دېگەن نام بىلەن مەشھۇر بولغان.

فَدَك: (فەدەك). ھىجازدىكى يەھۇدىيلار ئولتۇراقلاشقان بىر بوستانلىق. ھىجرىيە 7- يىلى مال-مۈلۈك ۋە زېمىنلىرىنىڭ يېرىمىنى تاپشۇرۇش شەرتى بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن سۈلھى تۈزگەن. خەلىپە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلارنى سۈرگۈن قىلغان.

الفُرَاتُ: (فۇرات). ئەرەب ساھىلىدىكى بىر دەريا. ئەرمىنىيەدىن باشلىنىپ، تۈركىيە، سۈرىيە ۋە ئىراقتىن ئۆتۈپ، دىجلە دەرياسىغا قۇيۇلىدۇ.

فِرَاس: أبو الفراس الحارث بن سعيد الحمداني: (فىراس، ئەبۇ فىراس ھارىس ئىبنى سەئىد ھەمەدانىي) (ھ 320 ـ 358 / م 932 ـ 968). ھەمەدانىلار شاھزادىلىرىدىن چىققان پارس شائىرى، تاغىسى سەيفۇددەۋلەنىڭ ئوردىسىدا چوڭ بولغان. ئۇنىڭ بىلەن نۇرغۇن جەڭلەرگە قاتناشقان. ھەلەبنىڭ ۋالىيسى بولغان. شەرقىي رىم ئىمپېرىيىسىنىڭ قولىدا تۆت يىل ئەسىرلىكتە تۇرغان. ئۇنىڭ بىر شېئىرى دىۋانى بار. ئۇنىڭ ئەڭ داڭلىق شېئىرى ئەسىرلىك كۈنلىرىدە يازغان "روميات" «روميات» ناملىق شېئىرىدۇر.

الفراء، يحيى بن زياد أبو زكرياء: (فەرراء، يەھيا ئىبنى زىياد ئەبۇ زەكەرىيا) (تەخمىنەن ھ 144 ـ 208 / م 761 ـ 822). كۇفىلىق، گراماتىكشۇناس. ئۇ ئېنسىكلوپېدىك ئالىم ئىدى. ئۇنىڭ "المقصور والممدود" «ئەلمەقسۇر ۋەلمەمدۇد»، "معاني القرآن" «مەئانىل قۇرئان» (قۇرئان مەنىلىرى) ۋە "الحدود" «ئەلھۇدۇد» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الفرزدق، همام بن غالب: (فەرەزدەق، ھەممام ئىبنى غالىب) (تەخمىنەن ھ 21 ـ 114 / م 641 ـ 732). تەمىم قەبىلىسىنىڭ دارىم ئايمىقىدىن. ئۇمەييىلەر دەۋرىدە ئۆتكەن مەشھۇر شائىر. بەسرەدە تۇغۇلغان. جەرىرگە قارشى يازغان شېئىرلىرى بىلەن داڭق چىقارغان. ئۇنىڭ بىر دىۋانى بار. دائىم ئەرىنى تۈرۈپ يۈرگەنلىكى ئۈچۈن "الفرزدق" «ئەلفەرەزدەق» (توك قاپاق) دەپ ئاتالغان.

الفَرْغاني، أبو العباس أحمد: (فەرغانى ئەبۇ ئاببــاس ئەھمەد). ئاببــاسىيلار دەۋرىدە ياشىغان ئاسترونوم. خەلىپە مەئمۇن ۋە مۇتەۋەككىل بىلەن زاماندىش. "الكامل في الاسطرلاب" «ئەلكامىلۇ فىل ئۇستۇرلاب» (ئاسترونومىيە ھەققىدە ئومۇمىي بايان) ۋە "جوامع علم النجوم والحركات السماوية" «جەۋامىئــۇ ئىلمىننۇجــۇم ۋەلھەرەكــاتى سەماۋىيە» (ئاسترونومىيە بىلىملىرى توپلىمى) ناملىق كىتابلارنى يازغان. مىسىردىكى نىل دەرياسىنى ئۆلچەش خىزمىتىگە رىياسەتچىلىك قىلغان.

فـــسطاط ج فـــساطيط: (فۇستات، فەساتىيت). 1. شېئىرنىڭ بىر بېيىتى. 2. نىل دەرياسىنىڭ شەرقىي قىرغىقىغا، بابىلۇن سېپىلىغا يېقىن بىر جايغا جايلاشقان مىسىر تەۋەلىكىدىكى بىر شەھەر. بۇ شەھەر ئەمر ئىبنى ئاسنىڭ بۇيرۇقى بىلەن ئەرەبلەر تەرىپىدىن قۇرۇلغان.

الفــصل في الملــل والأهــواء والنحــل: (ئەلفىسەل فىل مىلەل ۋەلئەھۋائى ۋەننىھەل). ئىبنى ھەزمى تۈزگەن كىتاب. بۇ كىتابتا

دىنلار ۋە مەزھەپلەر تەتقىقاتىغا، شۇنداقلا ئۇلارنى ئۆز ئارا سېلىشتۇرۇشقا ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىلگەن.

فضالة بن عبيد بن نافذ بن قيس الأنصاري (أبو محمد): (فۇزالە ئىبنى ئۇبەيد ئىبنى نافىز ئىبنى قەيس ئەنسارى، ئەبۇ مۇھەممەد) (ھ ؟ـ 53 / م ؟ـ 679). ساھابە. ئوھۇد ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئۇرۇشلارغا، شۇنداقلا مىسىر ۋە شام فەتھىسىگە قاتناشقان. خەلىپە مۇئاۋىيە تەرىپىدىن دەمەشققە قازى قىلىنىپ تەيىنلەنگەن. 50 ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

الفضل بن الربيع: (فەزلۇ ئىبنى رەبىئ) (ھ 138ـ209 / م 755ـ824). ئابباسىيلار دەۋرىدە ئۆتكەن ۋەزىر ۋە ئەدىب. بەرامىكىلەر پاجىئەسىدىن كېيىن خەلىپە ھارۇن رەشىد ئۇنى ۋەزىر قىلغان. خەلىپە ئەمىنمۇ ئۇنى ئۆز مەنسىپىدە قالدۇرغان.

الفضل بن سهل: (فەزلى ئىبنى سەھل) (ھ ؟ـ 202 / م ؟ـ 818). مەئمۇننىڭ ۋەزىرى. ئىرانلىق. بەرامىكىلەر بىلەن دوستلىشىپ، فەزلى ئىبنى رەبىئە بىلەن قارشىلاشقان. ئۇ مەئمۇننىڭ پەرمانى بىلەن سۇيىقەستكە ئۇچرىغان.

الفضل بن شاذان بن خليل الأزدي النيسابوري (أبو محمد): (فەزل ئىبنى شازان ئىبنى خەلىل ئەزدىنىيسابۇرى، ئەبۇ مۇھەممەد) (ھ ؟ـ 260 / م ؟ـ 874). مەشھۇر كالامشۇناس. ئىمامىيە مەزھىبى فەقىھلىرىدىن ئىدى. "الرد على ابن كرام" «ئەررەددۇ ئەلا ئىبنى كىرام»، "الإيمان" «ئەلئىمان»، "مهنة الإسلام" «مىھنەتۇل ئىسلام» قاتارلىق 180 پارچە ئەسەر يازغان.

الفضيل بن عياض بن مسعود التميمي (أبو علي): (فوزەيل ئىبنى ئەيياز ئىبنى مەسئۇدتتەمىيمى، ئەبۇ ئەلى). ھەرەمنىڭ شەيخى، سالىھ ۋە ئىبادەتگۈي كاتتا ئالىملارنىڭ بىرى بولۇپ، ئىمام شافىئىي ئۇنىڭدىن ھەدىس ئۆگەنگەن. سەمەرقەندتە تۇغۇلۇپ، مەككىدە ياشىغان.

فقهُ اللُّغة: (فىقھۇللۇغەت). سۆزلەرنىڭ ئىستىلاھى مەنىسى بويىچە تۈزۈلگەن لۇغەت. بۇ لۇغەتنى ئەبۇ مەنسۇر سەئالىبىي (ھ ؟ـ 429 /؟ـ 1088م) تۈزگەن.

فِلَسْطِيْن: (فىلەستىن). پەلەستىن. غەربىي ئاسىيادىكى ئەرەب دۆلىتى. ئوتتۇرا دېڭىز بويىغا جايلاشقان. پايتەختى قۇددۇس. ھىجرىيە 1368 (1948م)-يىلى يەھۇدىيلار بىر قىسمىنى تارتىۋېلىپ ئاتالمىش ئىسرائىلىيە دۆلىتىنى قۇرغان. ھىجرىيە 1387-يىلى (مىلادىيە 1967-يىلى) ھىيفا، يافا، ئەككا، ناسىرە، ناجىلۇس، بەيتۇلەھمى قاتارلىق مەشھۇر شەھەرلىرىنى تارتىۋالغان.

فنون الأدب: (فۇنۇنۇلئەدەب). 1. ھەر تۈرلۈك شېئىر ۋە نەسرىي ئەسەرلەر، مەسىلەن: ئەلنەغمە، تىياتىر، دراما، كىنو-فىلىم، داستان. 2. ئىلىم-پەن، سەنئەت ساھەسىدە قوللىنىش ۋە ئاساسلىنىش زۆرۈر بولغان ئەدەبىيات پەنلىرى.

الفهرست: (ئەلفىھرىست). ئىبنى نەدىم ۋەرراقىي تۈزگەن ئەسەرلەر كاتالوگى. بۇ ئەسەردە ئۆز دەۋرىدىكى ئەرەب ۋە ئەجەملەر تۈزگەن مەشھۇر كىتابلارنىڭ نامى، ئالىملارنىڭ تەرجىمىھالى ۋە ئىلمىي پائالىيەتلىرى خاتىرىلەنگەن.

فوات الوفيات: (فەۋاتىل ۋەفىيات). ئىبنى شاكىر كۇتۇبى ئىبنى خۇللىكاننىڭ

"وفيات الأعيان" «ۋەفىياتۇل ئەئيان» ناملىق كىتابىنىڭ داۋامى سۈپىتىدە يازغان كىتاب بولۇپ، 572 تەرجىمىھالىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

الفُوْطِيّ، ابن الفوطي عبد الرزاق بن أحمد، كمال الدين: (فۇتىي، ئىبنى فۇتىي ئابدۇرازاق ئىبنى ئەھمەد كامالىددىن) (ھ 642ـ723 / م 1244ـ1323). باغدادلىق ئەدىب، تارىخچى. ئۇنىڭ "مجمع الآداب في معجم الأسماء والألقاب" «مەجمەئۇل ئاداب فى موئجەمىل ئەسما ۋەلئەلقاب» (ئىسىملار ۋە لەقەبلەر لۇغىتى) ناملىق كىتابى بار.

فَيْرُوز أباد: (فىيروز ئاباد). ئىراندىكى شىرازنىڭ جەنۇبىغا جايلاشقان بىر شەھەر.

الفَيْرُوز أبَادي: أبو طاهر محمد بن يعقوب (فىيرۇز ئابادى، ئەبۇ تاھىر مۇھەممەد ئىبنى ياقۇب) (ھ 730ـ817 / م 1329ـ1414). تىلشۇناس، لۇغەتشۇناس. ئەرەب ئەللىرىنى ئايلىنىپ، يەمەندە تۇرۇپ قالغان. زەبىيددە ۋاپات بولغان. "القاموس المحيط" «ئەلقامۇسۇل مۇھىيت» (ئەرەب تىلى قامۇسى)، "البلغة في تاريخ اللغة" «ئەلبۇلغە فى تارىخىل لۇغەت» (لۇغەتچىلىك تارىخى) قاتارلىقلار ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئەسەرلىرىدىندۇر.

# ق

القارافي، أحمد بن إدريس بن عبد الرحمن: (قارافى، ئەھمەد ئىبنى ئىدرىس ئىبنى ئابدۇراھمان) (ھ ؟ـ684 / م ؟ـ1285). مالىكى مەزھىبىنىڭ كاتتا فەقىھلىرىنىڭ بىرى.

القاسمي (جمال الدين) : (قاسىمى، جامالۇددىن) (ھ 1282ـ1332 / م 1866ـ1914). شام مەملىكىتىنىڭ ئىمامى. سەلەف ئەقىدىسىدىكى كىشى بولۇپ، ئۇنىڭ تەپسىر ۋە ئەدەبىيات ھەققىدە نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار. "دلائل التوحيد" «دەلائىلۇتتەۋھىد» (تەۋھىد دەلىللىرى)، "قواعد التحديث من فنون مصطلح الحديث" «قەۋائىدۇتتەھدىس مىن فۇنۇنى مۇستەلەھىل ھەدىس» (ھەدىسكە ئائىت قائىدىلەر) ۋە 12 توملۇق "محاسن التأويل" «مەھاسىنى تەئۋىل» ناملىق قۇرئان تەپسىرى شۇ ئەسەرلەر جۈملىسىدىندۇر.

قاضي عياض، عياض بن موسى اليهسوبي: (قازى ئەيياز، ئەيياز ئىبنى مۇسەليەھسۇبى) (ھ ؟ـ544 / م ؟ـ1149). ماراكەشتە ئۆتكەن ئاتاقلىق ھەدىسشۇناس، ئەدىب، ئالىم، تارىخشۇناس. مالىكى مەزھەب فەقىھلىرىدىن. سىبتە ۋە غەرناتە دېگەن جايلاردا قازى بولغان. قازى ئەيياز دېگەن نام بىلەن مەشھۇر. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تارىخى ھەققىدە "الشفا بتعريف حقوق المصطفى" «ئەششىفا بىتەئرىفى ھوقۇقىل مۇستەفا»، ھەدىس توغرىسىدا "مشارق الأنوار" «مەشارىقۇل ئەنۋار» ناملىق ئەسەرلەرنى يازغان. ماراكەشتە ۋاپات بولغان.

القاموس المحيط: (قامۇسۇل مۇھىيت). فىيرۇز ئابادىي تۈزگەن مەشھۇر لۇغەت، ئۇنىڭغا نۇرغۇن كىشىلەر تەرىپىدىن شەرھ يېزىلغان. ئەڭ ئاساسلىقلىرىدىن زۇبەيدى تۈزگەن "تاج العروس" «تاجۇل ئەرۇس»، جەرناموس پەرھات تۈزگەن "باب الإعراب" «بابۇل ئىئراب» ناملىق شەرھلەر بولۇپ، بۇترۇس بوستانى "محيط المحيط" «مۇھىيتۇل مۇھىيت» ناملىق لۇغەت كىتابىنى تۈزۈشتە شۇ كىتابتىن پايدىلانغان.

القانون في الطب: (ئەلقانۇن فىتتىب). تىبابەت نەزەرىيىسى ھەققىدىكى كىتاب، ئىبنى سىنا تۈزگەن. بۇ كىتاب 1593ـيىلى رىمدا، 1595ـيىلى بۇندۇقىيەدە بېسىلغان.

القانون المسعودي في الهيئة والنجوم: (قانۇنۇل مەسئۇدى فىل ھەيئەتى ۋەننۇجۇم). ئاسترونومىيە، جۇغراپىيە، گېئومېترىيە، ماتېماتىكا ۋە تارىخ پەنلىرى ھەققىدىكى ئېنسىكلوپېدىيە. ئەبۇرەيھان بىرۇنى تۈزۈپ، سۇلتان مەسئۇد ئىبنى مەھمۇد ئىبنى سۇبۇكتېكىنغا تەقدىم قىلغان.

قبط: (قىبت). قەدىمكى گېرېكچە سۆز بولۇپ، «مىسىر ئاھالىسى» دېگەن مەنىدە. بۈگۈنكى كۈندە بولسا مىسىردىكى خرىستىئانلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

قتادة بن دعامة السدوسي، ابن قتادة بن عزيز السدوسي البصري (أبو الخطاب): (قەتادە ئىبنى دىئامەسسەدۇسى، ئىبنى قەتادە ئىبنى ئەزىزىسسەدۇسىل بەسەرى، ئەبۇلخەتتاب) (ھ 61ـ118 / م 680ـ737). تابىئىنلاردىن بولۇپ، مۇپەسسىر، مۇھەددىس، فەقىھ. ئەرەب تىلى ئەدەبىياتى، تارىخى ۋە نەسەب ئىلىملىرى بويىچە يېتىشكەن ئالىم. ئىمام ئەھمەد: «قەتادە بەسرە ئەھلىنىڭ ئەڭ بىلىملىكىدۇر» دېگەن.

القَرامِطَة: (قەرامىتە). ئىسمائىلىيە باتىنىيە پىرقىسى، ئاساسچىسى قىرمەز ياكى (قەرمەت) ھەممەدان (ھ ?ـ294 / م ?ـ906). قەرامىتە پىرقىسىدىكىلەر ئىراق، سۈرىيە، بەھرەين ۋە يەمەنگە تارقالغان.

قرطبة: (قۇرتۇبە). جەنۇبىي ئىسپانىيىدىكى قەدىمىي ئەندەلۇس شەھىرى. بۇ شەھەرنى تارىق ئىبنى زىيادنىڭ قوماندانلىقىدا مۇسۇلمانلار فەتھى قىلغان. ئابدۇراھمان بۇ شەھەرنى ئەندەلۇستىكى ئۇمەۋىيلار دۆلىتىنىڭ پايتەختى قىلغان.

القرطبي، شمس الدين: (ئىمام قۇرتۇبى، شەمسۇددىن) (ھ ?ـ671 / م ?ـ1273). ئاتاقلىق مۇپەسسىر، ھەدىسشۇناس، مالىكىي مەزھىبىنىڭ فەقىھى. ئەسلى قۇرتۇبىدىن بولۇپ، مىسىردا يەرلىشىپ، شۇ يەردە ئالەمدىن ئۆتكەن. "التفسير القرطبي" «تەفسىر قۇرتۇبى» دەپ نام ئالغان. "جامع أحكام القرآن" «جامىئۇ ئەھكامىل قۇرئان» ناملىق تەپسىرنى يازغان، يەنە "الأسنى في شرح أسماء الله الحسنى" «ئەلئەسنا فى شەرھى ئەسمائىللاھىل ھۇسنا»، "التذكرة" «ئەتتەزكىرە»، "التذكار في أفضل الأذكار" «ئەتتىزكار فى ئەفزەلىل ئەزكار» قاتارلىق كۆپلىگەن ئەسەرلەرنى يازغان. ئىبادەتگۆي ۋە ئاددى ـ ساددا ئالىم ئىدى.

القروين: (قەرۋىين). ماراكەشتىكى فاس شەھرىگە جايلاشقان ئۇزاق تارىخقا ئىگە ئۇنىۋېرسىتېت.

قريش: (قۇرەيش). ئەرەب قەبىلىسى. جاھىلىيەت دەۋرىدە مەككىدە ئولتۇراقلاشقان. تىجارەت ۋە يۇرت سوراش بىلەن داڭق چىقارغان. ئۇلار ھەج ئىشلىرىنى باشقۇراتتى. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاممۇ ئەنە شۇ قۇرەيش قەبىلىسىدىندۇر.

قُرَيْظَة، بنو قريظة: (قۇرەيزە، بەنۇ قۇرەيزە). مەدىنىدىكى يەھۇدىيلار قەبىلىسى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بەرگەن ئەھدىسىنى بۇزۇپ، ئەھزاب ئۇرۇشىدا قۇرەيشلەر بىلەن تىل بىرىكتۈرۈۋالغانلىقى ئۈچۈن مۇسۇلمانلار ئۇلارغا ئۇرۇش ئاچقان.

قَزْوِيْن: (قەزۋىين). 1. ئىران بىلەن تۈركمەنىستان ئارىسىدىكى دېڭىز، بۇ دېڭىز «بەھرىل خەزەر» (خەزەر دېڭىزى) نامى بىلەنمۇ تونۇلغان. 2. شىمالىي ئىراندىكى بىر شەھەر.

القَزْوِيْنِيّ زكريا بن محمد عماد الدين أبو يحي: (قەزۋىينى، زەكەرىيا ئىبنى مۇھەممەد، ئىمادۇددىن ئەبۇ يەھيا) (ھ 600ـ682 / م 1203ـ1283). فەقىھ، تارىخشۇناس. ئۇنىڭ "عجائب المخلوقات وغرائب الموجودات" «ئەجائىبۇل مەخلۇقات ۋە غەرائىبۇل مەۋجۇدات» (ئاجايىپ مەخلۇقاتلار ۋە غارايىپ مەۋجۇداتلار)، "آثار البلاد وأخبار العباد" «ئاسارۇل بىلاد ۋە ئەخبارۇل ئىباد» (مەملىكەت ۋە خەلقلەرنىڭ ئەھۋالى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

القَزْوِيْنِيُّ محمد بن عبدالرحمن جلال الدين: (قەزۋىنى، مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇراھمان جالالىددىن) (ھ 668-739 / م 1268-1338). ئەدىب، فەقىھ. شافىئىي مەزھىپىدە بولۇپ، باغداد خاتىپى دەپ تەخەللۇس بىرىلگەن. ئۇنىڭ ئىستىلىستىكا ھەققىدە يازغان "تلخيص المفتاح" «تەلخىسۇل مىفتاھ»، "الإيضاح" «ئەلئىيزاھ» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

القزويني (عبد الغفار): (قەزۋىنى، ئابدۇلغاففار) (ھ ?-664 / م ?-1266). فەقىھ، ماتېماتىكىشۇناس. قازىلىق ۋەزىپىسى ئۆتىگەن. ئاسترونومىيە ئىلمى بىلەن شۇغۇللانغان. ئۇنىڭ شاخچە مەسىلىلەر ھەققىدە "الحاوي الصغير" «ئەلھاۋىس سەغىر» ناملىق كىتابى ۋە ماتېماتىكا ھەققىدە بىر كىتابى بار.

القَسْطلاَّني، أحمد بن محمد شهاب الدين أبو العباس: (قەستەللانى، ئەھمەد ئىبنى مۇھەممەد شىھابىددىن ئەبۇلئاbbاس) (ھ ?-923 / م ?-1517). مىسىرلىق مەشھۇر ھەدىسشۇناس، فەقىھ. ئۇنىڭ "إرشاد الساري لشرح صحيح البخاري" «ئىرشادۇسسارى لىشەرھى سەھىھىلبۇخارى»، "لطائف الإشارات في علم القراءات" «لەتائىفۇل ئىشارات فى ئىلمىل قىرائات» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

قُسْطِينَة: (قۇسەنتىنە). ئالجىرىيىنىڭ شەرقىي شىمالىدىكى بىر شەھىرى، قۇستەنتىين ۋىلايىتىنىڭ مەركىزى.

القُشَيْري أبو القاسم عبدالكريم بن هوازن: (قۇشەيرى، ئەبۇلقاسىم ئابدۇلكەرىم ئىبنى ھەۋازىن) (ھ ?-465 / م ?-1072). شافىئىي مەزھىپىدىكى فەقىھ، داڭلىق تەرىقەتچى. ئۇنىڭ "الرسالة القشيرية" «ئەررىسالەتۇل قۇشەيرىيە»، "لطائف الاشارات" «لەتائىفۇل ئىشارات»، "التيسير في التفسير" «ئەتتەيسىر فى تەپسىر» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

القُصَيْرُ: (قۇسەير). مىسىردىكى قىزىل دېڭىز بويىغا جايلاشقان پورت شەھىرى.

القَصِيمُ: (قەسىيم). سەئۇدىي ئەرەبىستاننىڭ نەجدە رايونى.

قُضَاعَة: (قۇزائە). ئەرەب ھىمىيەر قەبىلىسى، بۇ نۇرغۇن قەبىلە ۋە ئايماقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

القُضَاعِيّ، محمد بن سلامة أبو عبدالله: (قۇزائىي، مۇھەممەد ئىبنى سەلامە، ئەبۇ ئابدۇللاھ) (ھ ?-454 / م ?-1032). تارىخشۇناس، شافىئىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. مىسىردىكى فاتىمىيە خانىدانلىقىنىڭ ئوردا مىرزىلىرىدىن بولۇپ، بىرقانچە پارچە ئەسەرلىرى بار.

قُطْرُب، أبو علي محمد بن المستنير: (قۇتروب، ئەبۇ ئەلى مۇھەممەد ئىبنى مۇستەنىير) (ھ ?-206 / م ?-821). مۇئتەزىلە پىرقىسىدىكى تىلشۇناس مۇپەسسىر. بەسرەدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئىمام سىبۇۋەيھمۇ شۇ كىشىنىڭ شاگىرتى ئىدى. ئۇ تەخمىنەن يىگىرمىچە كىتاب يازغان. جۈملىدىن "المثلث" «ئەلمۇسەللەس»، "الأضداد" «ئەلئەزداد»، "معاني القرآن" «مەئانىل قۇرئان»، "غريب الحديث" «غەرىبۇل ھەدىس» (ھەدىستىكى قىيىن سۆزلەر) ناملىق ئەسەرلەر مۇشۇ كىشىنىڭ ئەسەرلىرىدۇر.

القَطِيفُ: (قەتىيف). سەئۇدىي ئەرەبىستاندىكى ئىھساڭ رايونىغا جايلاشقان شەھەر.

ألقفطي، أبو الحسن جمال الدين علي بن يوسف: (قىفتىي، ئەبۇلھەسەن جامالۇددىن ئەلى ئىبنى يۇسۇف) (ھ 563 ـ 646 / م 1168 ـ 1248). ئەدىب، تارىخشۇناس كىشى بولۇپ، ۋەزىرلىك خىزمىتىنى ئۆتىگەن. ئۇنىڭ "أخبار المحمدين من الشعراء" (مۇھەممەد ئىسىملىك شائىرلار)، "تاريخ المغرب" (ماراكەش تارىخى)، "تاريخ اليمن" (يەمەن تارىخى)، "الإصلاح لما وقع من الخلل في كتاب الصحاح" (سىھاھ كىتابىغا تۈزىتىش)، "إنباه الرواة على أنباه النحاة" (گىرامماتىكىشۇناسلار توغرىسىدا) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

قلائد العقيان في محاسن الأعيان: (قەلائىدۇلئىقيان فى مەھاسىنىل ئەئيان). ئىبنى خاقان ئىشبىلى تۈزگەن كىتاب. ئۇنىڭدا ماراكەش شائىرلىرىنىڭ خەۋەرلىرى ۋە ئۇلارنىڭ شېئىرلىرى خاتىرىلەنگەن. ئاپتور بۇنى ئەمىر ئىبراھىم ئىبنى يۇسۇف ئىبنى تاشفىنىغا تەقدىم قىلغان.

القُلْزم: (قۇلزۇم). 1. قىزىل دېڭىزنىڭ قەدىمىي ئەرەبچە ئاتىلىشى. 2. قىزىل دېڭىزدىكى قەدىمىي پورىستان.

القَلْقَشَنْدِيُّ، شهاب الدين أحمد بن علي: (قەلقەشەندى، شىھابىددىن ئەھمەد ئىبنى ئەلى) (ھ 756 ـ 821 / م 1355 ـ 1418). مىسىرلىق يازغۇچى، تارىخشۇناس، ئەدىب. ئۇنىڭ ئاساسلىق كىتابلىرىدىن "صبح الأعشى في صناعة الإنشاء" «سۇبھۇل ئەئشا فى سەنائەتىل ئىنشا»، "نهاية الأرب في معرفة أنساب العرب" «نىھايەتۇل ئەرەب فى مەئرىفەتى ئەنسابىل ئەرەب» قاتارلىقلار بار.

قُمْ: (قۇم). شىئە مەزھىپىدىكىلەرنىڭ دىن ۋە ماتارىپ مەركىزىي بولۇپ، ئىراننىڭ غەربىگە جايلاشقان شەھەر. شىئەلەر شۇ يەرگە زىيارەتكە بارىدۇ.

القُنَيْطِرَةُ: (قۇنەيتىرە). 1. سۈرىيە گولان ئېگىزلىكىگە جايلاشقان بىر شەھەر. 1968 ـ يىلىدىكى ئۇرۇشتا يەھۇدىيلار تەرىپىدىن بېسىۋېلىنغان. 1973 ـ يىلىدىكى ئۆكتەبىر ئىنقىلابىدا ئازاد قىلىنغان. 2. ماراكەشتىكى رىباتقا يېقىن بىر شەھەرنىڭ نامى.

القهستاني (شمس الدين محمد): (قۇھۇستانى، شەمسىددىن مۇھەممەد) (تەخمىنەن ھ ؟ ـ 953 / م ؟ ـ 1546). خۇراسانلىق ئالىم. ھەنەفىي مەزھىپىدە. بۇخارانىڭ مۇفتىلىق ۋەزىپىسىنى ئۆتىگەن. ئۇنىڭ فىقھى توغرىسىدا يازغان "جامع الرموز في شرح النقاية" «جامىئۇررۇمۇز فى شەرھى نىقايە» ناملىق كىتابى بار.

القوشجي (علاء الدين علي): (قۇشچى، ئالائۇددىن ئەلى) (ھ ؟ ـ 879 / م ؟ ـ 1474). ئىرانلىق ماتېماتىكىشۇناس. ئۇلۇغبېكنىڭ خىزمىتىدە بولغان. كېيىن ئاستانىدە سۇلتان مۇھەممەدII نىڭ خىزمىتىگە يۆتكەلگەن. شاھقا ئاتاپ ماتېماتىكا ھەققىدە "كتاب المحمدية" «كىتابۇل مۇھەممەدىيە»، ئاسترونومىيە ھەققىدە "الفتحية" «ئەلفەتھىيە» ناملىق كىتابنى تۈزگەن. يەنە تۇسىنىڭ "التجريد" «ئەتتەجرىد» ناملىق كىتابىغا "شرح التجريد" «شەرھى تەجرىد» ناملىق شەرھنى يازغان ۋە "الرسالة العضدية" «رىسالەتۇلئۇزدىيە» ناملىق كىتابقا ھاشىيە يازغان. ئۇنىڭ يەنە ئەرەب، پارس تىللىرىدا يېزىلغان نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار.

القُوطِيَّة، إبن القوطية محمد بن عمر أبو بكر: (قۇتىيە، ئىبنى قۇتىيە مۇھەممەد ئىبنى ئۇمەر

ئەبـــۇ بەكـــرى) (ھ ؟ـ 327 / م ؟ـ 977). ئەندەلۇسـلۇق تارىخـشۇناس، تىلـشۇناس ۋە شائىر. قۇرتۇبىدە تۇغۇلۇپ، شۇ جايدا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "الأفعال الثلاثية والرباعية" «ئەلئەفئالۇسسۇلاسىيە ۋە رۇباﺋﯩﻴﻪ» (ئۈچ ھەرپلىك ۋە تۆت ھەرپلىك پېئىللار)، "شرح أدب الكاتب" «شەرھى ئەدەبۇل كاتىب» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

القونوي (عصام الدين إسماعيل): (قۇنەۋى، ئەسامۇددىن ئىسمائىل) (ھ ؟ـ 1195 / م ؟ـ 1780). ھەنەفىي مەزھىپىدىكى فەقىھ، تەپسىرشۇناس. قۇنىيىدە تۇغۇلۇپ، دەمەشقتە ۋاپات بولغان. ئۇ "تفسير القاضي البيضاوي" «تەپسىرۇل قازى ئەلبەيزاۋى»غا ھاشىيە يازغان.

القَيْروَان: (قەيرىۋان). تۇنىس جۇمھۇرىيىتىدىكى بىر شەھەر. قەيرىۋان ۋىلايىتىنىڭ مەركىزى. بۇ جايدا ئۇقبە ئىبنى نافىئ سالدۇرغان ئىنتايىن چوڭ بىر جامە بار. بۇ جامەنى كېيىن ئەغالىبىلەر يېڭىلاپ سالغان.

قيس الرقيات، عبدالله بن قيس: (قەيسۇررۇقىييات، ئابدۇللاھ ئىبنى قەيس) (تەخمىنەن ھ ؟ـ 86 / م ؟ـ 705). قۇرەيش قەبىلىسىدىن چىققان شائىر. ئۇنىڭ بىر شېئىر توپلىمى بار.

القَيْسِيَّةُ: (قەيسىيە). شىمالىي ئەرەبلەر. ئەرەبلەر جۇغراپىيىلىك ئورنى نۇقتىسىدىن ئىككىگە بۆلۈنگەن بولۇپ، ئۇلارنىڭ بىرسى قەيسىيە، يەنە بىرى يەمەنىيە دەپ ئاتىلىدۇ. قەيسىيە دېگىنىمىز شىمالىي ئەرەبلەرنى، يەمەنىيە دېگىنىمىز جەنۇبىي ئەرەبلەرنى كۆرسىتىدۇ.

قَيْصَر ج قَيَاصِرَة: (قەيسەر). رۇم ۋە رۇس پادىشاھلىرىنىڭ ئورتاق نامى.

قَيْنُقَاع، بنو قينقاع: (قەينۇقائ، بەنۇ قەينۇقائ). مەدىنىدىكى يەھۇدىي قەبىلىسى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى ۋادىلقۇراغا پالىۋەتكەن.

# ك

كَــــابُولْ: (كــابول). ئافغانــستاننىڭ پايتەختى، كابول دەرياسى بويىغا جايلاشقان. ئەرەب يازغۇچىلىرى بۇرۇن ئۇنى كابىل دەپ يازاتتى.

كاثُولِيـــــك، كاثُولِيـــــك: (كاتولىــك، كاسولىك). 1. خرىستىئان دىنىنىڭ كاتولىك مەزھىپىدىكىلەرنىڭ ئورتاق نامى. 2. كاتولىك دىنىغا ئېتىقاد قىلىدىغان ئادەم.

الكاشاني (كمال الــدين عبــد الــرزاق): (كاشانى، كامالۇددىن ئابدۇرازاق) (ھ ?ـ730 / م ?ـ1329). مەشھۇر تەرىقەتچى. ئۇنىڭ ھەرەۋىيگە يازغان "شــرح منــازل الــسائرين" «شەرھى مەنازىلىسسائىرىين» ناملىق شەرھى كىتابى ۋە "لطـــائف الإعـــلام" «لەتائىفۇل ئىئلام»، "اصطلاحات الصوفية" «ئىستىلاھات سوپىيە»، "شرح فصوص الحكــم " «شەرھى فۇسۇسىل ھىكەم» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

كاشفي، حسين علي الواعظ ألكاشـــفي: (ھۇسەيىن ئەلى ۋائىز كاشىفى) (ھ ?ـ910 / م ?ـ1505). ئىرانلىق ئەدىب. شاھ ھۇسەيىن بايقارا دەۋرىدە ھىراتتا ياشىغان. ھەرقايسى جەھەتتىن ئەتراپلىق يېتىشكەن پازىل زات بولۇپ، نەقشىبەندىيە شەيخلىرىنىڭ ياخشى پەزىلەتلىرىنى بايان قىلىپ "رشـــحات" «رەشھات» ناملىق كىتابىنى يازغان. ئۇنىڭدىن باشــقا يەنە "جـــــواهر التفـــــسير" «جەۋاھىرۇتتەفــسىر» نــاملىق قۇرئــان تەپــسىرى، "روضــــــة الــــــشهداء" «رەۋزەتۇششۇھەدا» (شېھىتلەر باغچىسى)، "أنوار السهيلي" «ئەنۋارۇسسۇھەيلى»، "مخــزن الإنشاء" «مۇخزىنۇل ئىنشا»، "أخلاق المحسنين" «ئەخلاقۇل مۇھسىنىين (ياخشىلار ئەخلاقى) قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان.

الكاظم، موسى بن جعفر الصادق: (كازىم، مۇسا ئىبنى جەئفەر سادىق) (ھ 128ـ173 / م 745ـ799). مەشھۇر ئۆلىما. شىئە ئىمامىيە مەزھىپىدىكىلەرنىڭ يەتتىنچى ئىمامى. ئۇ ھارۇن رەشىدنىڭ تۈرمىسىدە زەھەرلىنىپ ئۆلگەن. ئۇنىڭ قەبرىسى مەشھەدتە.

الكَاظِمِيّـــــة: (كــازىمىيە). ئىراقتىكى باغدادقا يېقىن بىر شەھەر. ئىمام مۇسا كازىم ۋە ئىمام مۇھەممەد جەۋادنىڭ قەبرىسى شۇ يەردە.

كَــــافُور، الإخــــشيدي، أبـــو المـــسك: (كافۇرۇلئىخشىد ئەبۇلمىسك) (ھ 293ـ358 / م 905ـ968). مىسىر سۇلتانى. ئۇ ئىخشىدىيلارنىڭ خىزمىتىگە ياللانما قۇل بولۇپ كىرگەن. كېيىن ئۇلاردىن ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىپ، مىسىر ۋە سۈرىيىگە پادىشاھ بولغان.

الكَافِيَة: (كافىيە). ئىبنى ھاجىب يازغان گراماتىكا ھەققىدىكى كىتاب.

كَامِلُ التَّوَارِيْخِ (أو الكامــل في التــاريخ):

(كامىلۇتتەۋارىخ، كامىلۇتتارىخ). ، ئىبنى ئەسىر يازغان چوڭ ھەجىملىك تارىخ كىتاب. ئاپتور بۇ كىتابنى يېزىشتا تەبەرىنىڭ «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋە پادىشاھلارنىڭ تارىخى» ناملىق كىتابىدىن پايدىلانغان.

كَامِل الصِّنَاعةِ الطِّبِّيّة: (كامىلۇسساناتەت تىببىيە). ئەلى ئىبنى ئابباس مەجۇسىي تۈزگەن 20 ماقالىلىك چوڭ ھەجىملىك تىببىي ئېنسىكلوپېدىيە. بۇ كىتاب ئىبنى سىنانىڭ "القانون" «ئەلقانۇن» ناملىق ئەسىرى مەيدانغا كەلگۈچە دەرسلىك قىلىنغان.

الكامِل في اللّغة: (كامىل فىللۇغەت). ئىمام مۇبەررەد تۈزگەن تىل-ئەدەبىيات ھەققىدىكى كىتاب. بۇ ئەسەر ئەدەبىيات ساھەسىدىكى ناھايىتى مۇھىم ئەسەر ھېسابلىنىدۇ.

كبرى (نجم الدين): (كۇبرا. نەجمۇددىن) (ھ ؟-624 / م ؟-1226). پارسلىق مەشھۇر تەسەۋۋۇپچى. كۇبرەۋىيە تەرىقىتىنىڭ ئاساسچىسى. خارەزمنى قوغداش ئۈچۈن موڭغۇللارغا قارشى ئېلىپ بېرىلغان ئۇرۇشتا ئۆلتۈرۈلگەن. ئۇنىڭ "الأصول العشرة" «ئەلئۇسۇلۇل ئەشەرە» (ئون ئۇسۇل) قاتارلىق نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار. ئۇنىڭ ئەسەرلىرى 13-ئەسىردىكى پەلسەپە تەتقىقاتىنىڭ مەنبەسى ھېسابلىنىدۇ.

كتاب الإكليل: (كىتابۇل ئىكلىل). ھىمىيەرلىكلەر ۋە ئۇلارنىڭ شاھلىرىنىڭ نەسەبلىرى، ئاسترونومىيە ھۆكۈملىرى ۋە يەمەنگە مۇناسىۋەتلىك ئەھۋاللارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان كىتاب. ئاپتورى ئىبنى ھائىك ھەمەدانى.

كتاب الأمثال: (كىتابۇلئەمسال). ئەبۇ مەنسۇر سەئالىبى تۈزگەن كىتاب. ئۇ "الفرائد والقلائد" «ئەلفەرائىد ۋەلقەلائىد» ۋە "العقد النفيس ونزهة الجليس" «ئەلئەقدۇننەفىس ۋە نۇزھەتۇلجەلىيس» دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

كتاب البلدان: (كىتابۇل بۇلدان). خەلىپىلىك پايتەختلىرى تەسۋىرلەنگەن كىتاب. يەئقۇبى تۈزگەن.

كَرامَتْ علي: (كارامەت ئەلى) (ھ ؟-1290 / م ؟-1873). ھىندىستانلىق دىنىي ئىسلاھاتچى، ئالىم. ئۇنىڭ "رد البدع" «رەددۇلبىدەئ» (بىدئەتلەرگە رەددىيە)، "هداية الرافضين" «ھىدايەتۇررافىزىن» (رافىزىلارنى توغرا يولغا يېتەكلەش) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

كُرْد علي، محمد: (كورد ئەلى، مۇھەممەد) (ھ 1293-1373 / م1876-1953). سۈرىيىلىك ئەدىب، تارىخشۇناس. ئۇنىڭ "خطط الشام" «خۇتەتۇششام» (شام مۇھىتى)، "فلاسفة الإسلام" «فەلاسىفەتۇل ئىسلام» (ئىسلام پەلسەپىسى) ناملىق ئەسەرلىرى بار. ئۇ دەمەشقتىكى ئەرەب ئىلمىي جەمئىيىتىنىڭ تۇنجى رەئىسى بولغان.

الكِرْمِل، جبل (كىرمىل، جەبەلى كىرمىل). پەلەستىنىنىڭ غەربىي شىمالىدىكى تاغ بولۇپ، ھەيفا شەھىرىدىن كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.

الكِسائي، أبو الحسن علي بن حمزة: (كىسسائىي، ئەبۇلھەسەن ئەلى ئىبنى ھەمزە) (ھ ؟-190 / م ؟-805). كۇفىلىق گىراماتىكا ئالىمى ۋە قىرائەتشۇناس. داڭلىق يەتتە قىرائەتشۇناسنىڭ بىرى. ئۇنىڭ "معاني القرآن" «مەئانىل قۇرئان» (قۇرئان مەنىلىرى)، "ما

يلحن فيه العوام" «ما يۇلھىنۇ فىيھىل ئەۋام» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الكِسْوَةُ الشريفة: (كىسۋەتۇششەرىفە). مەككە مۇكەررەمەدىكى كەئبىگە يېپىلىدىغان يوپۇق. ئۇ ھەر يىلى بىر قېتىم ئالماشتۇرۇلىدۇ.

كشفُ الظُّنون عن أسامي الكتب والفنون: (كەشفۇززۇنۇن ئەن ئۇسامىل كۇتۇب ۋەلفۇنۇن). ئەرەبچە، پارسچە ۋە تۈركچە ئەسەرلەر كاتولوگى، ئۇنىڭدا ئون بەش مىڭ كىتابنىڭ نامى خاتىرىلەنگەن. ئاپتورى ھاجى خەلىپە.

الكَشْكول: (كەشكۇل). باھائۇددىن ئامىلى تۈزگەن كىتاب. ئۇ نۇرغۇنلىغان نادىر ئەسەر، خەۋەر ۋە پارس تىلى تەتقىقاتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

كَعْبُ الأحْبَارِ، أبو إسحاق كعب بن ماتع: (كەئبۇل ئەھبار، ئەبۇ ئىسھاق كەئبى ئىبنى ماتەئ) (ھ ?ـ32 / م ?ـ652). تابىئىن. ئۇ ئەسلىدە يەھۇدىي ھىبرىسى (موللىسى) بولۇپ، ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرىدە مۇسۇلمان بولغان. مۇئاۋىيىنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە مۇئاۋىيىگە مەسلىھەتچى بولغان. بىر قىسىم ئىسلام دىنى كىتابلىرىغا سىڭىپ كىرگەن ئىسرائىلىيات ئەپسانىلىرى ئۇنىڭغا نىسبەت بېرىلىدۇ.

كعب بن الأشرف: (كەئب ئىبنى ئەشرەف) (ھ ?ـ4 / م ?ـ625). جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن شائىر. تائىي قەبىلىسىدىن. مۇسۇلمان ئاياللارنى كۆيگە قېتىپ، ناشايان سۆزلەر بىلەن مۇھەببەت شېئىرلىرىنى يازغانلىقى ئۈچۈن ئەنسارلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن.

كَعْبُ بن زُهَير المزني: (كەئب ئىبنى زۇھەيرىل مۇزەنى) (ھ ?ـ25 / م ?ـ645). جاھىلىيەت ۋە ئىسلام دەۋرىدە ياشىغان شائىر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ھەجۋىي قىلغاچقا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئۆلۈمگە بۇيرۇغان. كېيىن ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ ئامانلىق تەلەپ قىلغان ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى مەدھىيىلەپ "بانت سعاد" «بانەت سۇئاد» (جۇدالىق) ناملىق قەسىدىنى ئوقۇغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى كەچۈرۈم قىلىپ، ئۇنىڭغا ئۆزىنىڭ تونىنى كىيگۈزۈپ قويغان. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار دىۋانى بار.

كَعْبُ بن مَالِك، ابن أبي كعب الأنصاري الخزرجي: (كەئب ئىبنى مالىك، ئىبنى ئەبۇ كەئبىل ئەنسارى) (ھ ?ـ50 / م ?ـ670). ساھابە. شائىر، مۇھەددىس. قۇرئاننى توپلاشقا قاتناشقان. نۇرغۇن ھەدىس رىۋايەت قىلغان. تەبۇك ئۇرۇشىدا جەڭدىن ئايرىلىپ قالغان ئۈچ كىشىنىڭ بىرى.

كلاب بن ربيعة: (كىلاب ئىبنى رەبىئە). ئەرەبلەرنىڭ چوڭ قەبىلىسى. ئۇلار مەدىنە مۇنەۋۋەرە ۋە ئەرەب يېرىم ئارىلى ئەتراپىدا ئولتۇراقلاشقان.

الكليني (محمد): (كەلىينى، مۇھەممەد) (ھ ?ـ329 / م ?ـ941). باغدادلىق. شىئە مەزھىپىدىكى مۇھەددىس. ئۇنىڭ "الكافي" «ئەلكافىي» ناملىق كىتابى شىئەلەرنىڭ ھەدىس ساھەسىدىكى مەشھۇر كىتابى ھېسابلىنىدۇ.

الكَلْبي محمد بن السائب: (كەلبى، مۇھەممەد ئىبنى سائىب) (ھ ?ـ146 / م ?ـ763). كۇفىلىق، ھەدىس رىۋايەتچىسى،

تەپسىرشۇناس، تارىخشۇناس ۋە تىلشۇناس.

الْكَلْبِيُّ، هشام بن محمد: (كەلبىي، ھىشام ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ?ـ204 / م ?ـ819). نەسەبشۇناس ئالىم، كۇفىدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇ ئىنتايىن كۆپ ئەسەر يازغان. "كتاب الأصنام" «كىتابۇل ئەسنام» (بۇتلار)، "جمهرة الأنساب" «جەمھەرەتۇل ئەنساب» (نەسەبنامە) ناملىق كىتابلار شۇلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

كلثوم، أم كلثوم: (كۇلسۇم، ئۇممۇ كۇلسۇم) (ھ 1316ـ1395 / م 1898ـ1975). ئەرەب ناخشا چولپىنى، ئىسمى فاتىمە ئىبراھىم. ئۇنىڭغا «شەرق يۇلتۇزى» دەپ نام بېرىلگەن.

كَلِيْلَةُ وَدِمْنَةُ: (كەلىلە ۋە دىمنە). ھايۋاناتلار تىلى بىلەن بايان قىلىنغان تەربىيۋى ھېكايەتلەر كىتابى. ئۇنىڭ ئاپتورى قەدىمىي ھىندىستان دانىشمىنى پەيلاسوپ بەيدابا. ئۇنى ئابدۇللاھ ئىبنى مۇقەففە پەھلەۋىي تىلى (قەدىمكى پارس تىلى)دىن ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلغان.

الْكُمَيْتُ بن زيد الأسَدِي: (كۇمەيت ئىبنى زەيدىل ئەسەدىي) (ھ 61ـ128 / م 680ـ744). شائىر ۋە چەۋەنداز. ئۇمەۋى دۆلىتىنىڭ ناتىقى. بەنى ھاشىم قەبىلىسىنى كۆپ مەدھىيىلەپ "الهاشميات" «ئەلھاشىمىيات» ناملىق بىر ئەسەر يازغان.

الْكِنْدِيُّ، أبو يوسف يعقوب بن إسحاق: (ئەبۇ يۇسۇف يەئقۇب ئىبنى ئىسھاق) (ھ 180ـ260 / م 796ـ879). تۇنجى ئەرەب پەيلاسوپى. تېبابەتچىلىك، مۇزىكا، گېئومېتىرىيە، ئاسترونومىيە، جۇغراپىيە پەنلىرىگىمۇ زور تۆھپىلەرنى قوشقان. ئۇنىڭ نۇرغۇن ئەسەرلىرى بار.

الْكَنْعَانِيُّوْنَ: (كەنئانىيۇن). كەنئانلار. مىلادىيىدىن بۇرۇنقى 3000ـيىللاردا پەلەستىندە ئولتۇراقلاشقان سام خەلقى. ئۇلارنىڭ بىر قىسمى لىۋاندا. ئۇلار خېلى گۈللەنگەن مەدەنىيەت شەكىللەندۈرگەن. ئۇلار دۇنيادا تۇنجى بولۇپ يېزىق قوللانغانلار دېيىلىدۇ.

الكَـوَاكِبِي، عبد الرحمن بن أحمد: (كەۋاكىبى، ئابدۇراھمان ئىبنى ئەھمەد) (ھ 1266ـ1320 / م1849ـ1902). سۈرىيىلىك ژۇرنالىست، مۇتەپەككۇر، ئەدىب. ئىسلاھات ۋە گۈللىنىش تەرغىباتچىسى. مىسىرغا ھىجرەت قىلىپ جامالىددىن ئافغانى ۋە مۇھەممەد ئابدۇ بىلەن مۇناسىۋەت ئورناتقان. ئۆزىنىڭ ئازادلىق ھەرىكىتىنى مىسىردىن باشلىغان. ئۇنىڭ "طبائع الاستبداد" «تەبائىئۇل ئىستىبداد» (مۇستەبىتلىكنىڭ خاراكتېرى)، "أم القرى" «ئۇممۇلقۇرا» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الكوفة: (كۇفە). ئىراقنىڭ فۇرات دەرياسى بويىغا جايلاشقان بىر شەھىرى. بۇ شەھەر ھىجرىيە 15ـيىلى (مىلادىيە 638ـيىلى) بىنا قىلىنغان. ئۇ جايىنى ھەزرىتى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب ئۆزىنىڭ خەلىپىلىك مەركىزى قىلغان.

# ل

اللاّذِقِيَّة: (لازىقىيە). سۈرىيىنىڭ غەربىي شىمالىدىكى شەھەر، ئوتتۇرا دېڭىز بويىغا جايلاشقان.

لاَمِيَّةُ العَجَم: (لامىيەتۇل ئەجەم). تۇغرائىي يازغان مەشھۇر قەسىدە.

لَبْدَة: (لەبدە). لىۋىيىنىڭ شەرقىدىكى تارىخىي شەھەر.

لُبْنَانُ: (لۇبنان). لىۋان، ئوتتۇرا دېڭىز بويىغا جايلاشقان ئەرەب جۇمھۇرىيىتى، پايتەختى بېيروت.

لبنى بنت الحباب الكعبية: (لۇبنا بىنتى ھۇبابىل كەئبىيە) (ھ ؟ ـ 68 / م ؟ ـ 687). شائىر قەيس ئىبنى زەررىخنىڭ رەپىقىسى. ئەدەبىيات كىتابلىرىدا بۇ ئىككىسىنىڭ نۇرغۇن ھېكايىلىرى بار.

لَبِيْدُ بن ربيعة العامري: (لەبىد، ئىبنى رەبىئەتۇل ئامىرى) (م 560 ـ 662). جاھىلىيەت ۋە ئىسلامىيەت دەۋرىدە ياشىغان شائىر. سەبئى مۇئەللەق ئاپتورلىرىدىن. ئۇ كۇفىگە كۆچۈپ كېتىپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان.

اللُّزُوْمِيَّاتُ، لزوم ما لا يلزم: (لۇزۇمىيات، لۇزۇم مالا يۇلزەم). ئەبۇ ئەلا مەئەررىينىڭ شېئىرلار توپلىمى. بۇ توپلام ئۇنىڭ پەلسەپىۋى شېئىرلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. ئۇ ئۆزىنىڭ نەزملىرىدە ئىچ قاپىيىنى ئاساس قىلغان.

لِسَانُ الْعَرَب: (لىسانۇلئەرەب). ئىبنى مەنزۇر تۈزگەن ئەرەبچە ئەڭ چوڭ لۇغەت. ئۇ بۇ لۇغەتنى سۆزلەرنىڭ ئاخىرقى ھەرپى، ئاندىن بىرىنچى ھەرپى، ئاندىن ئوتتۇرا ھەرپى بويىچە رەتلەپ چىققان.

لُقمَان: (لوقمان). لوقمان ھەكىم باتۇرانىڭ ئوغلى بولۇپ، ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەمشىرىسىنىڭ ئوغلى ئازەرنىڭ ئەۋلادىدىن ئىدى. ئاللاھ ئۇنىڭغا ئىلىم-ھېكمەت ئاتا قىلغان. ئۇ توغرا پىكىرلىك زات بولۇپ، دىنىي ئەقىدە ۋە دىنىي ئەھكاملاردا توغرا پەتىۋا بېرەتتى. ئۇنىڭدىن نۇرغۇن ھېكمەتلىك ۋە ئىبرەتلىك سۆزلەر رىۋايەت قىلىنغان. قۇرئاندا لوقمان ھەكىمنىڭ ئۆز ئوغلىغا قىلغان نەمۇنىلىك پەند-نەسىھەتلىرى بايان قىلىنغان. لوقمان ھەكىم پەيغەمبەر بولغان ئەمەس. ئۇنىڭ ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان.

اللكنوي (محمد عبد الحليم): (لەكنىۋى، مۇھەممەد ئابدۇلھەلىم) (ھ 1240 ـ 1285 / م 1824 ـ 1868). مەشھۇر ھەكىم، تونۇلغان ئالىم. ھىندىستاندىكى لەكناۋ دېگەن يۇرتتا دۇنياغا كەلگەن. ئۇنىڭ مەنتىق ھەققىدە "الأقوال الأربعة" «ئەلئەقۋالۇل ئەربەئە» (تۆت كالام) ناملىق كىتابى ۋە تېبابەت ھەققىدە بىر ھاشىيە كىتابى بار.

اللكنوي (محمد بن عبد الحي): (لەكنەۋى، مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلھەي) (ھ 1264 ـ 1304 / م 1848 ـ 1887). ھەنەفىي مەزھىپىدىكى فەقىھ، داڭلىق ئالىم. تارىخشۇناس، ھەدىسشۇناس. ھەرقايسى پەنلەردە نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان. ئۇنىڭ "الفوائد البهية في تراجم الحنفية" «ئەلفەۋائىدۇل بەھىيە فى تەراجىمىل ھەنەفىي» (ھەنەفىي مەزھىپىدىكى ئالىملارنىڭ تەرجىمھالى) ۋە ھەدىس ئىلمى ساھەسىدىكى "الرفع التكميل في الجرح والتعديل" «ئەررەفئۇتتەكمىل فىل جەرھى ۋەتتەئدىل» ناملىق كىتابى شۇ ئەسەرلەرنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

لَهَب، أبو لهب، عبد العزى بن عبد المطلب: (لەھەب، ئەبۇ لەھەب، ئابدۇلئۇززا ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىب). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تاغىسى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تولىمۇ ئۆچمەنلىك قىلاتتى.

لُوت: (لۇت). لۇت ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر تۇغقىنى ھارۇننىڭ ئوغلى ئىدى. ئۇ ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بىلەن بارلىق سەپەرلەردە بىللە بولاتتى. ئاللاھ لۇت ئەلەيھىسسالامنى ئىئوردانىيىگە تەۋە سەدۇم ئاھالىسىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن. سەدۇم ئاھالىسى تولىمۇ ئەخلاقسىز خەلق بولۇپ، يامان ئىشلارنى ئاشكارا قىلاتتى. ئۇيالماستىن بەچچىۋازلىق قىلاتتى. لۇت ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا پەند ـ نەسىھەت قىلىپ، ئۇلارنى ئاللاھنىڭ ئازابىدىن ئاگاھلاندۇرغان. لېكىن، ئۇلار ئاسىيلىق قىلىپ يامان ئىشلاردىن يانمىغان. ئاخىر ئاللاھ سەدۇم قوۋمى ئۈستىگە ساپال ـ تاشلارنى ياغدۇرۇپ ھالاك قىلغان.

لِيْبِيَا: (لىيبىيا). لىۋىيە ئەرەب خەلق سوتسىيالىستىك جۇمھۇرىيىتى. شىمالىي ئافرىقىدىكى ئەرەب دۆلىتى. ئۇنىڭ پايتەختى ترىپولى. ھىجرىيە 1389 (م 1969) ـ يىلى پادىشاھلىق تۈزۈمى بىكار قىلىنغان.

الليث، ليث بن مالك: (لەيس، لەيس ئىبنى مالىك) (ھ 94 ـ 175 / م 713 ـ 791). ئۆز دەۋرىدىكى مىسىرنىڭ كاتتا فەقىھى ۋە ھەدىسشۇناس ئەللامىسى. تېگى خۇراساندىن ئىدى. ئىمام شافىئىي: «لەيس ئىبنى مالىكتىنمۇ ئۈستۈن تۇرىدىغان فەقىھ يوق، لېكىن شاگىرتلىرى ئۇنىڭ فىقھى قاراشلىرىنى تارقىتالمىغان» دېگەن. بۇ زات قاھىرەدە ۋاپات بولغان.

لَيْلَى الأَخْيَلِيَّةُ: (لەيلەل ئەخيلىيە) (ھ ؟ ـ 85 / م ؟ ـ 704). ئابدۇللاھ ئىبنى شەددادنىڭ قىزى، بەنى ئامىر ئىبنى سەئسەئە قەبىلىسىدىن. ئۇ ناھايىتى پاساھەتلىك شېئىرلارنى يازاتتى.

لَيْلَى الْعَامِرِيَّةُ: (لەيلەل ئامىرىيە) (ھ ؟ ـ 69 / م ؟ ـ 688). لەيلى. قەيس ئىبنى مۇلەۋۋەھ (مەجنۇن) نىڭ مەشۇقى، قەيس ئىبنى مۇلەۋۋەھ لەيلىگە ئاتاپ ئىنتايىن گۈزەل مۇھەببەت شېئىرلىرىنى يازغان.

# م

مَــــأجُوْجَ: (مەئجـوج). ئۇنــىڭ ئــىسمى يەئجۇجنــىڭ ئــىسمى بــىلەن بىلــلە تىلغــا ئېلىنىدۇ. ئۇ ئىككىسى يافەس ئىبنى نۇھنىڭ ئەۋلادلىرىــدىن بولغــان ئىككــى قەبــىلە. زۇلقەرنەيـــن ئـــۇلارنى ســـېپىل بــــىلەن توسۇۋەتكەن. «جەزمەن يەئجۇج ۋە مەئجۇج زېمىندا بۇزۇقچىلىق قىلغۇچىلاردۇر». (قۇرئان كەرىم)

المأمون العباسي، عبد الله بن هارون الرشـــيد: (مەئمۇنىل ئابباسـي ئابـدۇللاھ ئىبنـى هـارۇن رەشــــــــيد) (ھ 170 ـ 218 / م 787 ـ 833). مەئمـۇن ئاباسـي خەلىپىلىكىنىـڭ يەتتىنچـى خەلىپىـــسى. ھىجـــرىيە 198 ـ يىلـــى ئەمــن ئۆلتۈرۈلگەندىن كېيىن خەلىپە بولغان. ئۇنىڭ زامانىـــدا تەرجىمىچىلىـك راسـا گـۈللەنگەن. ئىلمـي ھەرىـكەت قانـات يايـدۇرۇلغان. ئـۇ باغـدادتا "بيت الحكمـــة" «بەيتـۇل ھـېكمەت» كۇتۇپخانىسىنى تەسىس قىلغان.

الماتريدي (أبو منصور محمد): (ماترىيـدى، ئەبـۇ مەنـسۇر مـۇھەممەد) (ھ ؟ـ 333 / م ؟ـ 944). ھەنەفـي مەزھىپىـدىكى فەقىـھ، ئـالىم. ئىلمـى كـالام ۋە ئىلمـى ئۇسـۇل پېـشۋاسى. سەمەرقەندتە ياشىغان. مۇئتەزىلە پىرقىسى ۋە باشقا قەرامىتە، كەرامىيە پىرقىلىرىگە قارشى تۇرغان. ئۇنىڭ تەپسىر ھەققىـدە "تأويلات أهل السنة" «تەئۋىيلات ئەھلـى سۈننەت»، ئىلمـى كـالام ھەققىـدە "كتــــاب التوحيــــــد" «كىتابۇتتەۋھىد»، "أوهام المعتزلة" «ئەۋھـامۇل مۇئتەزىلە» (مۇئتەزىلىلەرنىڭ سەپسەتىلىرى)، "الرد على القرامطة" «ئەررەددۇ ئەلەلقەرامىتە» (قەرامىـتىلەرگە رەددىـيە) ۋە ئۇسـۇلى فىقھـى ھەققىــدە "الجـــدل" «ئەلـجەدەل» قاتـارلىق كىتـابلىرى بـار. ئىلمـى كـالام ساھەسـىدىكى ماترىيـــدىيە ئېقىمـى شـۇ زاتقـا نـــسبەت بېرىلىدۇ.

مارية القبطية: (مارىيە قىبتىـيە) (ھ ؟ـ 16 / م ؟ـ 637). پەيغەمـبەر ئەلەيھىـــسسالامنىڭ ئايالى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئىبـراھىم ئىـــسىملىك بىـــر ئوغـــۇل تۇغـــۇپ بەرگەن، ئىبراھىم كىچىكلا قازا قىلغان.

المازنيُّ، إبراهيم عبـــد القـــادر: (مـازنـي، ئىبراھىم ئىبنى ئابـدۇلقادىر) (ھ 1307 ـ 1369 / م 1889 ـ 1949). مــــىسىرلىق يـــازغۇچى، ئـــوبزورچى، شـــائىر، ژۇرنالىـــست. ئۇنىـــڭ "حـــصائد الهـــشيم" «ھەسـائىدۇل ھەشـيەم»، "صندوق الدنيا" «سـەندۇقۇددۇنيا»، "إبـــراهيم الكاتـــب" «ئىبـــراھىم كاتـــىب»، "الـــديوان" «ئەدديـــۋان» (باشـقىلارنىڭ ئەسـەرلىرىمۇ كىرگـۈزۈلگەن تـوپلام) نـاملىق ئەسـەرلىرى، يەنە بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

المازنيُّ: أبو عثمان بكر بن محمـــد (مـازنى، ئەبۇ ئۇسمان بەكرى ئىبنى مـۇھەممەد) (ھ ؟ـ 284 / م ؟ـ 823). بەســرەلىك. تىلــشۇناس، گرامماتىكا ئالىمى. ئۇنىـڭ "ما يلحن فيها العامة" «مايۇلھىنۇ فىيھەل ئـاممە» (خەلـق تىلـدىكى

خاتالىقلار)، "التصريف" «ئەتتەسرىيف» (مورفولوگىيە) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

مالك بن أنس: (مالىك ئىبنى ئەنەس) (ھ 93ـ179 / م 712ـ795). مەشھۇر تۆت ئىمامنىڭ بىرى. سۈننىي مەزھەپىدىكى تۆت ئېقىمنىڭ بىرى بولغان مالىكىي مەزھەپىنىڭ ئاساسچىسى. مەدىنىدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "الموطأ" «ئەلمۇۋەتتا»، "الرد علي القدرية" «ئەررەددۇ ئەلەلقەدەرىيە» (قەدرىيەلەرگە رەددىيە) ناملىق ئەسەرلىرى بار. مالىكىي مەزھەپى ماراكەش دۆلىتىدە ئاساسلىق مەزھەپ ھېسابلىنىدۇ.

مالِكُ بنُ نُوَيْرَة: (مالىك ئىبنى نۇۋەيرە) (ھ ?ـ12 / م ?ـ634). جاھىلىيەت ۋە ئىسلام دەۋرلىرىدە ياشىغان شائىر، چەۋەنداز. ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە ئىماندىن يېنىۋالغانلىقى ئۈچۈن خالىد ئىبنى ۋەلىد تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن. ئۇنىڭ قېرىندىشى مۇتەممىم ئۇنىڭغا ئاتاپ نۇرغۇن قەسىدىلەرنى يازغان.

مالي: (مالىي). غەربىي ئافرىقىدىكى مالىي جۇمھۇرىيىتى، پايتەختى باماكو. بۇ جاي بۇرۇن "السودان الفرنسي" «ئەسسۇدانۇل فەرەنسىي» (فرانسىيە سۇدانى) دەپ ئاتالغان. ھىجرىيە 1380 (م 1960)ـ يىلى مۇستەقىل بولغان.

مانَوِيَّة: (مانەۋىيە). خرىستىئان دىنى بىلەن قەدىمىي زەردۇشت دىنى پرىنسىپلىرىنى قوشۇپ ئەمەل قىلىدىغان بىر مەزھەپ. ئۇلار نۇر ۋە زۇلمەتتىن ئىبارەت ئىككى پرىنسىپقا ئاساسلىنىدۇ. بۇ مەزھەپ مىلادىيە 3ـ ئەسىردىكى پارسلىق مانىي دېگەن كىشىگە نىسبەت بېرىلىدۇ.

ما وراء النهر، بلاد ما وراء النهر: (ماۋەرائۇننەھر). ماۋارائۇننەھر ئەللىرى. ئەرەبلەر "جيحون" «جەيھۇن» دەرياسى دەپ ئاتايدىغان ئامۇ دەرياسىنىڭ شىمالىغا جايلاشقان رايون. فەرغانە، كاشان، سەمەرقەند، بۇخارا ۋە فارابلار ئۇ رايوننىڭ ئەڭ مەشھۇر شەھەرلىرىدۇر.

الماوردي، أبو الحسن علي بن محمد: (ماۋەردى، ئەبۇلھەسەن ئەلىي ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 364ـ450 / م 974ـ1058). شافىئىي مەزھەپىدىكى فەقىھ، قازى. بەسرەدە تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "الأحكام السلطانية" «ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە» (سۇلتانغا دائىر ئەھكاملار)، "أدب الدنيا والدين" «ئەدەبۇددۇنيا ۋەددىن» (دۇنيا ۋە دىن ئەدەپلىرى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الْمُبَرِّدُ، أبو العباس محمد بن يزيد: (مۇبەررىد، ئەبۇلئابباس مۇھەممەد ئىبنى يەزىد) (ھ 211ـ285 / م 826ـ898). بەسرەلىك تىلشۇناس، گرامماتىكشۇناس. كۇفە مەدرىسىسىنىڭ پېشۋاسى. سەئلەب بىلەن تىل ھەققىدە مۇنازىرە ئېلىپ بارغان. ئۇنىڭ "الكامل"، «ئەلكامىل»، "المقتضب" «ئەلمۇقتەزەب» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

متى بن يونس المنطقي (أبو بشر): (مەتتا ئىبنى يۇنۇسىل مەنتىقى، ئەبۇ بىشىر) (ھ ?ـ328 / م ?ـ940). پەيلاسوپ، نېستورى دىنىدىكى تېۋىپ. باغدادتا ياشىغان. فارابى ۋە يەھيا ئىبنى ئەدىينىڭ ئۇستازى. ئۇ ئۆز دەۋرىدىكى لوگىكشۇناسلارنىڭ پېشۋاسى ئىدى. يۇنان تىلىدىكى "فونتيكا" «فونتىكا»نى ۋە ئارىستوتېلنىڭ شېئىرلىرىنى تۈنجى بولۇپ تەرجىمە قىلغان. ئىسھاق ئىبنى ھۇنەييىننىڭ "البرهان" «ئەلبۇرھان» ناملىق

كىتابىنى سۇرىيانچىدىن تەرجىمە قىلغان ۋە فورفىيروسنىڭ "إيسا غوجي" «ئىساغوجى» ناملىق كىتابىغا شەرھى يازغان.

المُتَلَمِّس: (مۇتەلەممىس) (تەخمىنەن م ؟ ـ 569). بەھرەيىنلىك. جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆتكەن شائىر. ئۇنىڭ ئەسمەئىيدىن ھېكايە قىلغان بىر توپلىمى بار.

المتنبي، أبو الطيب أحمد بن الحسين: (مۇتەنەببىي، ئەبۇ تەييىب ئەھمەد ئىبنى ھۈسەيىن) (ھ 303 ـ 354 / م 915 ـ 965). بۈيۈك ئەرەب شائىرى. ئۇ مەدھىيە خاراكتېرلىك ۋە ھېكمەتلىك شېئىرلىرى بىلەن داڭق چىقارغان. سەيفۇددەۋلە ھەققىدە يازغان مەشھۇر مەدھىيە قەسىدىلىرى بار. باشقىلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن.

الْمُثَنَّى بن حارثة الشيباني: (مۇسەننا ئىبنى ھارىسەتىششەيبانى) (ھ ؟ ـ 14 / م ؟ ـ 635). مەشھۇر ئىسلام قوماندانى. ئۇ ئەبۇ بەكرىنىڭ خەلىپىلىك دەۋرىدە ئىراقتىكى ئەرەب قوشۇنىنىڭ قوماندانى بولغان. ئىران فەتھىسىگە قاتناشقان.

مَثْنَوِيٌّ ج مثنويات: (مەسنەۋىي). 1. بىرىنچى مىسراسى بىلەن ئىككىنچى مىسراسى ئوخشاش قاپىيىلىك كېلىدىغان شېئىر. 2. جالالىدىن رۇمىينىڭ مەسنەۋىيلىرى. (مەسنەۋىيدە تەسەۋۋۇپ ئىدىيلىرى يورۇتۇپ بېرىلگەن).

مجاهد بن جبر، أبو الحجاج المكي: (مۇجاھىد ئىبنى جەبىر، ئەبۇلھەججاجىل مەككىي) (ھ 21 ـ 104 / م 642 ـ 722). تابىئىنلاردىن بولۇپ، قارىلارنىڭ ۋە مۇپەسسىرلەرنىڭ پېشۋاسى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباسنىڭ شاگىرتى. ئۇنىڭ قۇرئاننى ئىبنى ئابباسنىڭ ئالدىدا 30 قېتىم ئوقۇپ ئۆتكۈزگەنلىكى، ھەر بىر ئايەتتە توختاپ ئىبنى ئابباستىن: «نېمە ھەققىدە نازىل بولغان؟» دەپ سورىغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان. كۆپ يۇرتلارنى كېزىپ ئاخىرى كۇفەدە ئولتۇراقلاشقان. ساھابىلەردىن ھەدىس رىۋايەت قىلغان. ئۇ يەھۇدىي ۋە ناسارالاردىن كۆپ سوراپ مەلۇمات ئالغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ يېزىپ قالدۇرغان كىتابىغا مۇپەسسىرلەر دىققەت نەزىرى بىلەن قارىغان.

المَجسْطِي: (مەجىستىي). يۇنان ئالىمى بىتلىيمۇس مىلادىيە 140 ـ يىللاردا تۈزۈپ چىققان ئاسترونومىيە، ئالگېبرا كىتابى. ئەرەب تىلىغا، ئاندىن ئەرەب تىلىدىن لاتىن تىلىغا تەرجىمە قىلىنغان.

المجمع العلمي العراقي: (مەجمەئۇل ئىلمىل ئىراقىي). ئەدەبىيات ئىلمىي جەمئىيىتى. ھىجرىيە 1367 (م 1947) ـ يىلى باغدادتا تەسىس قىلىنغان. ئۇ ئەرەب تىلى ۋە ئەرەب ئىسلام تارىخىغا خىزمەت قىلىشنى ئۆزىگە نىشان قىلغان.

المجمع العلمي المصري: (مەجمەئۇل ئىلمىل مىسرى). 1859 ـ يىلى ئىسكەندەرىيە شەھىرىدە تەسىس قىلىنغان مىسىر ئەدەبىيات ئىلمىي جەمئىيىتى.

مجمـــع اللغـــة العربيـــة الأردني: (مەجمەئۇللۇغەتۇل ئەرەبىيەتۇل ئوردۇنىيە). ھىجرىيە 1396 ـ يىلى (مىلادىيە 1976 ـ يىلى) ئومماندا تەسىس قىلىنغان جەمئىيەت. ئەرەب تىلى ۋە ئەرەب ئەدەبىياتىنى گۈللەندۈرۈشنى مەقسەت قىلغان.

مجمع اللغة العربية بدمشق: (مەجمەئۇل لۇغەتىل ئەرەبىيە بىدىمەشق). دەمەشقتىكى

سابىق ئەرەب ئىلمىي جەمئىيىتى. ھىجرىيە 1338 ـ يىلى (مىلادىيە 1919 ـ يىلى) ئەرەب تىلى ۋە ئەرەب ئەدەبىياتىنى گۈللەندۈرۈشنى مەقسەت قىلغان. بۇ جەمئىيەت پەسىللىك ژۇرنال تەسىس قىلغان.

**مجمع اللغة العربية بالقاهرة**: (مەجمەئۇل لۇغەتۇل ئەرەبىيە بىلقاھىرە). ھىجرىيە 1351 (م 1932)-يىلى قاھىرەدە تەسىس قىلىنغان تىل جەمئىيىتى. بۇ جەمئىيەت ئەرەب تىلى ۋە ئۇنى تەرەققىي قىلدۇرۇش، خىلمۇخىل ئىلىم ـ پەن ئاتالغۇلىرى ۋە مەدەنىيەتكە دائىر سۆزلەرنى قوشۇش ئارقىلىق ئەرەب تىلىنى بېيىتىشنى مەقسەت قىلغان. بۇ جەمئىيەت مەخسۇس ئەرەب تىلى ھەققىدە ژۇرنال چىقارغان. يەنە شۇنىڭدەك "المعجم الوسيط" «مۇئجەمۇل ۋەسىيت»، "المعجم الوجيز" «ئەلمۇئجەمۇل ۋەجىيز»، "معجم ألفاظ القرآن الكريم" «مۇئجەمۇ ئەلپازىل قۇرئانىل كەرىم» قاتارلىق لۇغەتلەرنى نەشر قىلدۇرغان.

**مجنون ليلي**: قيس بن الملوح العامري: (مەجنۇن لەيلى، قەيس ئىبنى مۇلەۋۋەھىل ئامىرى) (ھ ?ـ 69 / م ?ـ 688). نەجدلىك شائىر. ئۇ لەيلائامىرىغا كۆيۈپ قىلىپ، ئۆزىنىڭ ئاشىقلىقى بىلەن مەشھۇر بولغان. ئۇنىڭغا ئاتاپ ئەڭ بەدىئىي مۇھەببەت لىرىكىلىرىنى يازغان. لەيلى تەرەپ لەيلىنى ئۇنىڭغا بېرىشكە ئۇنىمىغاندىن كېيىن، ئۇ مەجنۇن بولۇپ تا ئۆلگۈچە بېشى قايغان، يۈتى تايغان جايلاردا ياشىغان. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

**محفوظ (نجيب)**: (مەھفۇز، نەجىب) (ھ ?ـ 1330 / م ?ـ 1912). مىسىرلىق دراماتورگ. يېڭى زامان مەشھۇر پروزا يازغۇچىسى. ئۇنىڭ "قصر الشوق" (مۇھەببەت قەسرى)، "خان الخليلي" «خانەلخەلىيلى»، "حكايات حارتنا" «ھېكاياتۇ ھارەتىنا»، "القاهرة الجديدة" «ئەلقاھىرەتۇل جەدىيدىيە» (يېڭى قاھىرە) قاتارلىق نۇرغۇن ھېكايە ۋە رومانلىرى بار. ئۇ خەلقئارالىق نوبېل ئەدەبىيات مۇكاپاتىغا ئېرىشكەن.

**المُحْكَمْ**: (مۇھكەم). ئىبنى سەييد تۈزگەن لۇغەت. بۇ لۇغەت ئىمام خەلىل "العين" «ئەلئەين» ناملىق لۇغىتىدە ئىجاد قىلغان ئۇسلۇب بويىچە، مەخرەج (تاۋۇش چىقىرىش ئورۇنلىرى) نىڭ تەرتىپىگە ئاساسەن رەتلەپ چىقىلغان.

**المَحَلِّيُّ، جلال الدين محمد بن أحمد**: (مەھەللىي، جالالىددىن مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد) (ھ ?ـ 864 / م ?ـ 1459). مىسىرلىق بولۇپ، شافىئىي مەزھىپىدىكى فىقھىشۇناس، تەپسىرشۇناس. "تفسير الجلالين" «تەفسىر جەلالەيىن» ناملىق «قۇرئان كەرىم تەپسىرى»نى يېزىپ، يېرىمىغا كەلگەندە ۋاپات بولۇپ كېتىپ، تەپسىر چالا قالغان. شۇنىڭ بىلەن ئۇنى جالالىددىن سۇيۇتى يېزىپ تاماملىغان. شۇڭلاشقا بۇ تەپسىر ئىككى ئىسمداش ئاپتورنىڭ نامى بىلەن ئاتالغان.

**محمد بن إبراهيم بن منذر النيسابوري (أبو بكر)**: (مۇھەممەد ئىبنى ئىبراھىم ئىبنى مۇنزىرىننىيسابۇرى، ئەبۇ بەكرى) (ھ 242ـ 319 / م 856ـ 931). فەقىھ، ھەدىسشۇناس، مەككىنىڭ شەيخى ئىدى. ئۇنىڭ "المبسوط" «ئەلمەبسۇت»، "الأوسط في السنن والإجماع والإختلاف" «ئەلئەۋسەتۇ فىسسۇنەنى ۋەلئىجمائى ۋەلئىختىلاف»، "الإشراف على مذاهب أهل العلم" «ئەلئىشراف ئەلا مەزاھىبى ئەھلىل ئىلىم»، "اختلاف العلماء تفسير القرآن"

«ئىختىلافۇل ئۇلىما فى تەفسىرىل قۇرئان» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

محمد بن أحمد بن أبي سهل أبو بكر شمس الأئمة السرخسي: (مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد ئىبنى ئەبۇ سەھل ئەبۇ بەكرى شەمسۇلئەئىممە سەرەخسى) (ھ ؟ـ 438 / م ؟ـ 1047). ئۇسۇلشۇناس، كالامشۇناس ۋە فىقھشۇناس ئالىم. كامالەتكە يەتكەن فەقىھ. ئۇنىڭ 15جىلدلىق "مبسوط" «مەبسۇت» ناملىق كىتابى ھەنەفىي فىقھىسى بويىچە مەشھۇردۇر. ئۇ بۇ كىتابىنى زىنداندا يازغان (بۇ زات زىنداندا تۇرۇپ ئىپتىپ بېرەتتى، شاگىرتلىرى سىرتىدا تۇرۇپ خاتىرىلەيتتى). بۇنىڭدىن باشقا ئۇسۇلى فىقھى توغرىسىدىكى كىتابىنى ۋە "طحاوي" «تەھھاۋى» نىڭ شەرھىسىنى يازغان. باشقىلار ئۇنىڭغا: «ئىمام شافىئىي ئۈچ يۈز رىسالە يادلاپتىكەن» دېگەندە، ئۇ ئۆزىنىڭ يادلىغانلىرىنىڭ 12 مىڭغا يەتكەنلىكىنى ئېيتقان.

محمد بن أحمد عمر ظهير الدين البخاري: (مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد ئىبنى زەھىيرۇددىن بۇخارى) (ھ ؟ـ 619 / م ؟ـ 1222). مەشھۇر دىنى ئالىم. "الفوائد" «ئەلفەۋائىد» ۋە پەتىۋا ھەققىدىكى "الفتاوى الظهرية" «ئەلفەتەۋا زەھرىيە» ناملىق ئەسەرلەرنى يازغان.

محمد بن إسحاق، ابن يسار المطلبي: (مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، ئىبنى يەسارىل مۇتتەلەبى) (ھ ؟ـ 151 / م ؟ـ 768). ئەرەبلەرنىڭ ئەڭ پېشقەدەم تارىخچىسى. ئۇنىڭ "السيرة النبوية" «ئەسسىيرەتۇننەبەۋىيە» دېگەن كىتابىنى ئىبنى ھىشام رەتلىگەن. ئۇ يەنە "كتاب الخلفاء" «كىتابۇل خۇلەفا»، "كتاب المبدأ" «كىتابۇل مەبدەئ» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان، ھەدىسشۇناس ئالىم. ئۇ قەدەرىيىيەلەردىن بولۇپ، ھىجرىيە 119 ـ يىلى ئىسكەندەرىيە شەھىرىنى زىيارەت قىلغان.

محمد بن الحسن بن أبو عبد الله شيباني: (مۇھەممەد ئىبنى ھەسەن ئىبنى ئەبۇ ئابدۇللاھ شەيبانى) (ھ 131 ـ 189 / م 748 ـ 804). ئىمام ئەزەمنىڭ كۆزگە كۆرۈنگەن شاگىرتلىرىدىن بولۇپ، فىقھىنى ئىمام ئەزەمدىن تەلىم ئالغان. ئىلمى ھەدىسنى مالىك، ئەۋزائىي، سەۋرىلەردىن ئۆگەنگەن. ئالىملار ئىمام ئەزەمنىڭ ئىلمى پەقەت ئىمام مۇھەممەدنىڭ يازغان ئەسەرلىرى ئارقىلىق تارقالغان دەيدۇ. ئىمام شافىئىي: «مەن ئىمام مۇھەممەدتىن ناھايىتى كۆپ ئىلىم ئۆگەندىم» دېگەن. ئەبۇ ئۇبەيدە: «قۇرئان ھەققىدە ئىمام مۇھەممەدتىنمۇ بىلىملىك ئادەمنى كۆرمىدىم» دېگەن. بەزىلەرنىڭ ئېيتىشىچە ئۇنىڭ 990 پارچە ئەسەر يازغانلىقى مەلۇم. ئىمام ئەھمەدكە: «بۇ ئىنچىكە مەسىلىلەرنى قەيەردىن ئۆگەندىڭ؟» دېيىلگەندە، ئۇ: «ئىمام مۇھەممەدنىڭ كىتابلىرىدىن ئۆگەندىم» دېگەن. "جامع الكبير" «جامىئۇل كەبىر»، "جامع الصغير" «جامىئۇسسەغىر»، "الزيادات" «ئەززىيادات»، "ظاهر الرواية" «زاھىرۇررىۋايەت»، "المبسوط" «ئەلمەبسۇت» قاتارلىقلار ئۇنىڭ ئەسەرلىرىدىندۇر.

محمد بن طغج الإخشيد: (مۇھەممەد ئىبنى زەغجىل ئىخشىد) (ھ 269 ـ 335 / م 882 ـ 946). تۈرك مىللىتىدىن. مىسىر ۋە شامدا ئىخشىيدى دۆلىتىنى قۇرغان.

محمد بن عبد الرحمن بن أبي ليلى اليسار: (مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇراھمان ئىبنى ئەبۇ لەيلا). تابىئىنلار ئىچىدىكى چوڭ مۇجتەھىد. ئابدۇلمەلىك، مۇجاھىد، ئىبنى ئۇمەرلەر بۇ زاتنىڭ شاگىرتلىرىدىن ئىدى.

محمد بن عبد الله بن الحسن بن الحسين بن علي بن أبي طالب: (مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ھەسەن ئىبنىل ھۇسەين ئىبنى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب) (ھ 93_145 / م 712_662). زەيدىيە ئىماملىرىدىن. ئۇ مەھدى، پاك نەسەبلىك دەپ تونۇلغان. ئۇمەۋى سۇلالىسىنىڭ ئاخىرقى مەزگىللىرىدە ئۇنىڭغا ھاشىمىيلار، ئاببासىيلار بەيئەت قىلغان. ئابباسىيلار ھاكىمىيەت بېشىغا چىققاندىن كېيىن ئۇنىڭغا قارشى ئۇرۇش ئېچىپ ئۆلتۈرۈۋەتكەن.

محمد بن عبد الوهاب: (مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلۋەھھاب) (ھ ?_1328 / م ?_1910). مىسىرلىق ناخشىچى، مۇزىكانت. ئۇ ئەنئەنىۋى ئۇسۇل بىلەن يېڭىچە ئۇسۇلنى بىرلەشتۈرۈپ ئۆزىگە خاس ئۇسلۇب ياراتقان.

محمد بن علي بن الحسن، ابن بشر أبو عبد الله: (مۇھەممەد ئىبنى ئەلى ئىبنىل ھەسەن، ئىبنى بىشر ئەبۇ ئابدۇللاھ) (ھ ?_285 / م ?_898). ئەھلى تەسەۋۋۇپ ئالىم بولۇپ، "ختم الولاية وعلل الشرعية" «خەتمۇل ۋىلايە ۋە ئىللەلۇششەرئىيە» دېگەن كىتابنى يازغانلىقى ئۈچۈن ئاخىرقى ھاياتىدا تىرمىز ئاھالىسى ئۇنى يۇرتىدىن قوغلاپ چىقارغان. كېيىن ئۇ بەلخ شەھىرىگە كېلىپ ياشىغان. "نوادر الأصول في أحاديث الرسول" «نەۋادىرۇلئۇسۇل فى ئەھادىيسىررەسۇل»، "الفروق" «ئەلفۇرۇق»، "الرياضة وأدب النفس" «ئەررىيازەت ۋە ئەدەبۇننەفس» قاتارلىق 50 تىن ئارتۇق ئەسەرنى يېزىپ قالدۇرغان.

محمد بن كعب القرظي: (مۇھەممەد ئىبنى كەئبىل قۇرەزى) (ھ 40_120 / م 661_737). بەنۇ قۇرەيزە جەمەتىدىن. كۇفىدە ئاندىن كېيىن مەدىنىدە ئولتۇراقلاشقان. مۇھەددىس، مۇپەسسىر، پېشىۋا. ئەبۇ ھۇرەيرە، ئىبنى ئابباس قاتارلىق ساھابىلەردىن ھەدىس رىۋايەت قىلغان.

محمد بن محمد شهاب بن يوسف الكردي الخوارزمي: (مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد شىھاب ئىبنى يۇسۇف ئەلكوردىل خەۋارەزمى) (ھ ?_827 / م ?_1424). بۇ زات بەززازىي دېگەن لەقەب بىلەن مەشھۇر بولغان. داڭلىق "الفتاوى البزازية" «ئەلفەتەۋا بەززازىيە» ناملىق كىتابىنىڭ مۇئەللىپىدۇر. ئىلىم تۈرلىرىنىڭ ھەممە ساھەسىدە يېتىلگەن زات بولۇپ، ئۆز زامانىسىنىڭ يېگانىسى ئىدى. ئۇ سارايى خانلىقى دەۋرىدە ياشىغان بولۇپ، قىرىم شەھىرىدە بىر مەزگىل تۇرۇپ، فەقىھلەرگە دەرس بەرگەن. بۇ زاتنىڭ «بەززازىيە پەتىۋالىرى» ناملىق مەشھۇر ئەسىرى ھەنەفىي مەزھىپىدىكى ئۆلىمالارنىڭ پەتىۋا ئىشلىرىدا مۇراجىئەت قىلىدىغان ئاساسى مەنبەلىرىنىڭ بىرى بولۇپ قالغان.

محمد بن محمد علاء الدين العطار البخاري: (مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد ئەلائىددىنىل ئەتتارىل بۇخارى، خوجا ئەلائىددىن مۇھەممەد ئەتتار) (ھ ?_791 / م ?_1389). بۇخارالىق. خوجا باھائۇددىن نەقشىبەندىنىڭ چوڭ مۇرىتى. تەرىقەتنى خوجا مۇھەممەد بابا سەمماسىنىڭ خەلىپىسى ئەمىر كۇلالدىن تەلىم ئالغان.

محمد بن محمد بن محمد أبو الفضل برهان النسفي: (مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد ئەبۇلفەزلى بۇرھان نەسەفىي) (ھ 600_676 / م 1204_1278). تەپسىرشۇناس، ھەدىسشۇناس، ئۇسۇلشۇناس، كالامشۇناس ئالىم. "عقائد النسفية" «ئەقائىدۇننەسەفىيە» ناملىق كىتابى بىلەن مەشھۇر بولغان. ئۇ زات

ۋاپات بولغاندا ئىمام ئەزەمنىڭ قەبرىسى يېنىغا دەپنە قىلىنغان.

محمد بن محمد محمود أكمل الدين بابرتي: (مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد مەھمۇد ئەكمەلۇددىن بابىرتى) (ھ ؟-786 / م ؟-1384). ھەدىسشۇناس، فىقھشۇناس، تىلشۇناس، ئىلمى سەرف ۋە ئىلمى بالاغەتتە يېتىشكەن زات. بۇ زات "عناية" «ئىنايە» (ھىدايىنىڭ شەرھىسى)نى، "تفسير كشاف" «تەپسىر كەششاف»، "فرائض" «فەرائىز»، "شرح التلخيص" «شەرھۇتتەلخىس»، "الأنوار" «ئەلئەنۋار»، "تجريد" «تەجرىد» ۋە "ألفية" «ئەلفىيە» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان.

محمد بن محمد بن محمود حافظ البخاري: (خوجا مۇھەممەد پارس، مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى مەھمۇد ھافىز بۇخارى). بۇخارالىق. ئىلمى فۇرۇئ، ئىلمى ئۇسۇل، ئىلمى مەئقۇل، ئىلمى مەنقۇل قاتارلىق ئىلىملەردە مول بىلىمگە ئىگە بولۇپ، "الفصول الستة" «ئەلفۇسۇلى سىتتە»، "فصل الخطاب" «فەسلۇل خىتاب» قاتارلىق كىتابلارنى يازغان. كىتابىدا نەقشبەندىيە سۇلۇكىنىڭ ئىنچىكە سىرلىرى يورۇتۇپ بېرىلگەن. ئابدۇراھمان جامى "نفحات الأنس" «نەفھاتۇل ئۇنس» ناملىق كىتابىدا بۇ زاتنىڭ تەپسىلىي تەرجىمىھالىنى بەرگەن. ھىجرىيە 722-يىلى ھەج قىلىش ئۈچۈن مەككە مۇكەررەمەگە بارغان. ئۇ يەردىن مەدىنىگە بېرىپ زىيارەتتىن قايتىشىدا ۋاپات بولغان. بۇ كۈن زۇلھەججىنىڭ 23-كۈنى، يەنى پەيشەنبە كۈنى ئىدى. جۈمە كېچىسى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قەبرىسى يېنىغا دەپنە قىلىنغان.

محمد بن يوسف بن علي بن حيان الأندلسي: (مۇھەممەد ئىبنى يۇسۇف ئىبنى ئەلى ئىبنى ھەييان ئەندەلۇسى) (ھ 654-745 / م 1256-1345). مەشھۇر گرامماتىكىشۇناس. ئۇ "البحر المحيط" «ئەلبەھرۇل مۇھىت» ناملىق قۇرئان تەپسىرىنى ۋە "شرح التسهيل" «شەرھى تەسھىل» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان.

محمد علي باشا: (مۇھەممەد ئەلى باشا) (ھ 1183-1266 / م 1760-1849). مىسىردىكى پادىشاھلىق دۆلەتنىڭ قۇرغۇچىسى. ئۇ ئەنگلىيە ۋە ئوسمانىيلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلىپ، دۆلەت دائىرىسىنى كېڭەيتكەن. لېكىن ياۋروپالىقلارنىڭ ئارىلىشىشى نەتىجىسىدە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرى پەقەت مىسىرنىڭ ھاكىمىيىتىنىلا ساقلاپ قالالىغان.

محمود بن أبي بكر أبو العلاء كلاباذي البخاري: (مەھمۇد ئىبنى ئەبۇ بەكرى ئەبۇلئەلا كالا بازى) (ھ 649-700 / م 1251-1300). بۇخارالىق. ئەقلى ۋە نەقلى ئىلىملەردە كامالەتكە يەتكەن. مىراس ئىلمىغا ئىنتايىن پۇختا ئىدى. "مختصر السراجي" «مۇختەسەر سىراجى» ناملىق كىتابقا شەرھى يازغان. ئۇنىڭدىن باشقا "منهاج" «مىنھاج» قاتارلىق كىتابلارنى يازغان.

محمود بن أحمد بن عبيد الله بن إبراهيم تاج الشريعة: (مەھمۇد ئىبنى ئەھمەد ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ ئىبنى ئىبراھىم تاجۇششەرىئە). يېتۈك ئالىم بولۇپ، "هداية" «ھىدايە»نىڭ شەرھىسى"وقاية" «ۋىقايە»نى، "الفتاوى" «ئەلفەتاۋا»، "الواقعات" «ئەلۋاقىئات» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان.

محمود بن أحمد بن موسى، قاضي القضاة بدر الدين العيني: (مەھمۇد ئىبنى ئەھمەد

ئىبنى مۇسا، بەدرۇددىن ئەينى) (ھ 762 ـ 855 / م 1361 ـ 1451). ھەنەفىي مەزھەپىدىكى ئالىم. قاھىرەدە قازىكالان بولغان. ھەدىسشۇناس، فىقھىشۇناس ھەم تارىخشۇناس. كۆپلىگەن ئەسەرلەرنى يازغان. سەھىھۇلبۇخارىنىڭ مەشھۇر شەرھىسى "عمدة القاري" «ئۇمدەتۇل قارى» ناملىق ئەسەر مۇشۇ زات تەرىپىدىن يېزىلغان. ئۇ يەنە "شرح معاني الآثار" «شەرھى مەئانىل ئاسار»، "شرح الكنز" «شەرھۇل كەنزى»، "منحة السلوك شرح تحفة الملوك" «مىنھەتۇسسۇلۇك شەرھى توھفەتۇل مۇلۇك»، "بداية" «بىدايە» قاتارلىق ئەسەرلەرنى يازغان. («بىدايە» نى يازغاندا يېشى توقسانغا يېقىنلاشقانىدى).

محمود بن سبكتكين (يمين الدولة): (مەھمۇد ئىبنى سۇبۇكتىكىن، يەمىنۇددەۋلە) (ھ 360 ـ 421 / م 970 ـ 1030). غەزنەۋىيلەرنىڭ ئۈچىنچى سۇلتانى. پەنجاپ ۋە غۇجىراتلارنىمۇ ئۆزىنىڭ تەسىر دائىرىسىگە كىرگۈزگەن. ئۇ ئەدەبىيات ۋە گۈزەل سەنئەتكە ئالاھىدە ئىشتىياق باغلىغان. ئۇنىڭ زامانىدا ئەبۇلقاسىم فىردەۋسىينىڭ «شاھنامە» ناملىق ئەسىرى بارلىققا كەلگەن. غەزنەۋىيلەر تارىخى ئالىم ئۇتبى مەھمۇد قەلىمىدە يېزىلغان.

محمود بن صدر السعيد تاج الدين أحمد بن الصدر الكبير: (مەھمۇد ئىبنى سەدرۇسسەئىيد تاجىدىن ئەھمەد ئىبنى سەدرۇلكەبىر). يېتىشكەن ئالىم. كاتتا فەقىھ. ئۇ ئىنتايىن كەمتەر ۋە تەقۋادار زات ئىدى. بۇ زات كۆپ ئەسەرلەرنى يازغان بولۇپ، 40 جىلدلىق "المحيط البرهان" «ئەلمۇھىيتۇل بۇرھان»، "الذخيرة" «ئەززەخىيرە»، "التجريد" «ئەتتەجرىيد»، "تتمة الفتاوى" «تەتىممەتۇل فەتەۋا»، "شرح الجامع الصغير" «شەرھۇل جامىئىسسەغىير»، "شرح الزيادات" «شەرھۇززىيادات»، "أدب القضاء" «ئەدەبۇل قەزا» ناملىق كىتابلار شۇلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

محيط المحيط: (مۇھىيتۇل مۇھىيت). ئەرەب تىلى لۇغىتى. ئۇنى بۇتروس بوستانى 1970 ـ يىلى تۈزۈپ چىققان.

المُختار بن أبي عبيد الثقفي: (مۇختار ئىبنى ئەبۇ ئۇبەيدىسسەقەفىي) (ھ ? ـ 67 / م ? ـ 687). ھۈسەيىن ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قىساسىنى ئېلىش مەقسىتىدە كۇفىدە كۆتۈرۈلگەن بەنى ئۇمەييىگە قارشى قوزغىلاڭنىڭ رەھبىرى. ئۇ كۇفىدە مۇسئەب ئىبنى زۇبەيرنىڭ قولىدا ئۆلتۈرۈلگەن.

المختصر في أخبار البشر: (ئەلمۇختەسەر فى ئەخبارىل بەشەر). تارىخ كىتابى. بۇ كىتابتا مىلادىيە 1321 ـ يىلىغىچە بولغان ۋەقەلىكلەر خاتىرىلەنگەن.

المخصِّص: (مۇخەسسىس). ئىبنى زەيد تۈزگەن، كەسپىي ئاتالغۇلار تەرتىپى بويىچە رەتلەنگەن ئەرەبچە قاموس بولۇپ، ئۇ ئەرەب تىلىدىكى سۆزلىرى ئەڭ مول قاموس ھېسابلىنىدۇ.

المَدائِنُ: (مەدائىن). دەجلە دەرياسى بويىدىكى شەھەرلەرنىڭ ئومۇمىي ئاتىلىشى.

المدائني (علي بن محمد): (مەدائىنى، ئەلى ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 134 ـ 224 / م 752 ـ 839). باغدادتا ياشىغان تارىخشۇناس. ئۇنىڭ تارىخ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالى ھەققىدە يازغان ئەسەرلىرى بار. تەبەرى ۋە بالازورىلارمۇ ئۆز ئەسەرلىرىنى يېزىشتا ئۇنىڭ ئەسەرلىرىنى ئاساسىي مەنبە قىلغان.

مَدغَشْقَر: (مەدغەشقەر). مەدغەشقەر دۆلىتى، مالاگاسي دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بۇ دۆلەت ئافرىقىنىڭ شەرقىي جەنۇبى ساھىلىغا جايلاشقان. پايتەختى تاناناريۋ.

مدونة مالك: (مۇدەۋۋەنەتول مالىك). ئىمام مالىك تۈزگەن ئەڭ مەشھۇر فىقھى كىتاب.

مرآة الزمان في تاريخ الأعيان: (مىرئاتۇززامان فى تارىخىل ئەئيان). سەبتى ئىبنى جەۋزى تۈزگەن تارىخ توغرىسىدىكى كىتاب.

المرابطون: (مەرابىتۇن). ھازىرقى ماۋرىتانىيىدە ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن بەربەرىيە سۇلالىسى. بۇ سۇلالە ھىجرىيە 448-542 (م 1050-1148)-يىللاردا ماراكەش ۋە ئەندەلۇسقا ھۆكۈمرانلىق قىلغان.

المراغي (محمد مصطفي): (مەراغى، مۇھەممەد مۇستافا) (ھ 1299-1365 / م 1881-1945). 1935-يىلىدىن 1945-يىلغىچە جامىئۇل ئەزھەرنىڭ شەيخلىق خىزمىتىنى ئۆتىگەن. يېڭىچە ئوقۇتۇش پروگراممىسىنى يولغا قويغان. ئۇنىڭ "بحوث في التشريع الإسلامي" «بۇھۇسۇ فىتتەشرىئىل ئىسلامى» (ئىسلام شەرىئىتى تەتقىقاتى) ناملىق ئەسىرى بار.

المِرْبَدُ: (مىربەد). بەسرەدىكى بازار. قەدىمكى زاماندا ئۇ يەرگە شائىرلار ۋە ناتىقلار يىغىلاتتى.

مَراكِشْ: (ماراكەش). ماراكەشنىڭ جەنۇبىدىكى شەھەر. بۇ شەھەرنى يۇسۇف ئىبنى تاشفىن ھىجرىيە 404 (م 1062)-يىلى بىنا قىلغان ۋە مورابىتىن دۆلىتىنىڭ پايتەختى قىلغان.

المَرَّاكُشِي، عبد الواحد بن علي: (مەرراكۇشى، ئابدۇلۋاھىد ئىبنى ئەلى) (ھ 581-648 / م 1185-1250). ماراكەش تارىخچىسى. ئۇنىڭ "المعجب في تلخيص أخبار المغرب" «ئەلمۇئجەب فى تەلخىيسى ئەخبارىل مەغرىب» (ماراكەشنىڭ قىسقىچە تارىخى) ناملىق كىتابى بار.

المرجعة: (مۇرجىئە). ئىسلامنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە ئوتتۇرىغا چىققان ئەھلى كالام پىرقىسى. بۇ پىرقىدىكىلەر «گۇناھ ئىماندىن چىقىرىۋەتمەيدۇ» دېگەن قاراشتا. بۇلارنىڭ قاراشلىرى مۇئتەزىلىلەرنىڭ قاراشلىرىغا زىت كېلىدۇ.

المَرْسَى الكبير: (مەرسەل كەبىر). ئوتتۇرا دېڭىزغا جايلاشقان شەھەر ۋە پورت. جەزائىر تەۋەلىكىدە.

المرشدي (أبو الوجاهة): (مۇرشىدى، ئەبۇلۋەجاھە) (ھ ?-1037 / م ?-1628). ھەنەفىي مەزھىپىدىكى فىقھشۇناس. مەككىدە تۇغۇلغان. مەككىدىكى پەتىۋا ئورگىنىنىڭ رەئىسى بولغان. سۈيىقەست بىلەن تۈرمىدە بوغۇپ ئۆلتۈرۈلگەن. ئۇنىڭ ئىستىلىستىكا ھەققىدە "شرح عقود الجمان" «شەرھە ئۇقۇدۇلجىمان» ۋە "جامع الفتاوى" «جامىئۇل فەتەۋا» (پەتىۋالار توپلىمى)، "حاشية على تفسير البيضاوي" «ھاشىيەتۇ ئەلا تەفسىرىل بەيزاۋى» (تەپسىر بەيزاۋىنىڭ ھاشىيىسى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

المرغيناني (أبو الحسن علي): (مەرغىنانى، ئەبۇلھەسەن ئەلى) (ھ ?-593 / م ?-1197). ھەنەفىي مەزھىپىدىكى فەقىھ، پەرغانەدە ياشىغان. ئۇنىڭ "بداية المبتدي"

«بىدايەتۇلمۇبتەدى»، "مختار الفتاوى" «مۇختارۇل فەتەۋا» (تاللانغان پەتىۋالار)، "شرح الجامع الكبير" «شەرھۇل جامىئىل كەبىر» (جامىئۇلكەبىرنىڭ شەرھى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

مروج الذهب ومعادن الجوهر: (مۇرۇجۇز زەھەب ۋە مەئادىنى جەۋھەر). تارىخشۇناس مەسئۇدى (ھ ؟ ـ 342 / م ؟ ـ 957) يازغان تارىخ كىتابى.

مَرْوَى: (مەرۋە). سۇدانىنىڭ نىل دەرياسىنىڭ شەرقىي قىرغىقىغا جايلاشقان بىر شەھىرى. بۇ شەھەردە مەشھۇر خارابىلىقلار بار.

مَرْيَم: (مەريەم). ھەزرىتى ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى. قۇرئان كەرىمدە مەريەم بىنتى ئىمران نامى بىلەن تىلغا ئېلىنىدۇ.

المرينيون: (مەرىينىيۇن). ھىجرىيە 588 ـ 875 (م 1192 ـ 1470) ـ يىللىرى ماراكەشتە ھۆكۈمرانلىق قىلغان بەربەر ئىسلام خانىدانلىقى.

مزار شريف: (مازار شەرىف). ئافغانىستاننىڭ غەربىي شىمالىدىكى شەھەر. ئۇنىڭ غەربىگە تارىخىي شەھەر بەلخ جايلاشقان. ئوتتۇرا ئاسىيا دۆلەتلىرىنىڭ سودا ـ تىجارەت بازىسى.

المستنصرية: (مۇستەنسىرىيە). ئاباسىي سۇلالىسىنىڭ خەلىپىسى مۇستەنسىر بىللا قۇرغان مەدرىس. ھازىر باغدادتىكى يېڭى ئۇنىۋېرسىتېتمۇ مۇشۇ نام بىلەن ئاتىلىدۇ.

مسجح، ابن مسجح، سعيد: (ئىبنى مىسجەھ، سەئىد ئىبنى مىسجەھ) (ھ ؟ ـ 85 / م ؟ ـ 704). مەككىلىك. تۇنجى ئەۋلاد ئەرەب ناخشىچىسى.

المسجد الأقصى: (مەسجىدۇل ئەقسا). قۇددۇستىكى مەسجىد. ئۇ ئىككى قىبلىنىڭ تۇنجىسى، ئىككى ھەرەمنىڭ ئىككىنچىسى.

المسجد الحرام: (مەسجىدۇل ھەرام). مەككە مۇكەررەمەدىكى مەسجىد. ئۇ كەئبە شەرىفە، ماقامى ئىبراھىم، مائۇزەمزەملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇ بىرقانچە قېتىم كېڭەيتىپ يېڭىلانغان.

المسجد النبوي الشريف: (مەسجىدۇننەبەۋىي شەرىف). مەدىنە مۇنەۋۋەرەدىكى مەسجىد. ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىنا قىلغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇبارەك قەبرىسى، مۇنبىرى، مىھرابى ۋە ئەبۇ بەكرى، ئۇمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلارنىڭ قەبرىسىمۇ شۇنىڭ ئىچىدە.

مسروق بن عجزع الهمداني: (مەسرۇق ئىبنى ئەجزە ھەمەدانى). بۇ زات ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇدنىڭ شاگىرتى، مۇجتەھىدلىك دەرىجىسىگە يەتكەن. تابىئىنلارنىڭ چوڭلىرىدىن بولۇپ، پەتىۋا ئىشىدا پىشۋا ئىدى. ھەزرىتى ئەبۇ بەكرى ۋە ئۇمەرلەردىن ھەدىس ئۆگەنگەن.

مسعر بن كدام: (مىسئەر ئىبنى كىدام) (ھ ؟ ـ 155 / م ؟ ـ 772). مۇھەددىس ۋە فەقىھ. مۇھەممەد ئىبنى ئىسھاق، شەئبى، مالىك ئىبنى مۇبارەك، يەھيا، قەتتان قاتارلىق ئالىملارغا ھەدىس ئۆگەتكەن. گۈزەل ئەخلاقتا ھەممىگە نەمۇنە ئىدى. بۇ كىشىدىن: مەدىنىنىڭ ئەڭ فەقىھى كىم؟ دەپ سورالغاندا:

كىم تەقۋادار بولسا شۇ، دەپ جاۋاب بەرگەن. ناھايىتى كۆپ سەجدە قىلغانلىقتىن پېشانىسىدە سەجدە ئىزى بار ئىدى.

المسعودي (أبو الحسن علي): (مەسئۇدى، ئەبۇلھەسەن ئەلى) (ھ ؟ـ 346 / م ؟ـ 957). باغدادلىق تارىخشۇناس، سەيياھ. نەسەبى ساھابە ئىبنى مەسئۇدقا تۇتىشىدۇ. ئۇ نۇرغۇن ئەللەردە زىيارەتتە بولغان. مىسىردا ئولتۇراقلىشىپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان.

مسلم بن الحجاج: (مۇسلىم ئىبنى ھەججاج) (ھ ؟ـ 261 / م ؟ـ 875). نىيشاپۇرلۇق ھەدىس ئالىمى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىنى توپلاپ "الصحيح" «ئەسسەھىھ» ناملىق مەشھۇر ھەدىس كىتابىنى تۈزگەن. بۇ كىتاب ئەھلى سۈننىلەرنىڭ ھەدىس ساھەسىدىكى ئاساسلىق كىتابلىرىنىڭ بىرىدۇر.

مَسْقَطُ: (مەسقەت). ئوممان سۇلتانلىقىنىڭ پايتەختى ۋە ئوممان قولتۇقىغا جايلاشقان مۇھىم پورت.

مَشْهَدٌ: (مەشھەد). ئىراندىكى شەھەر. ئۇ يەردە شىئەلەرنىڭ سەككىزىنچى ئىمامى — ئىمام ئەلى ئىبنى مۇسا رىزانىڭ قەبرىسى بار. بۇ جاي خۇراسان ئۆلكىسىنىڭ مەركىزى.

مُصْعَبُ بن الزبير: (مۇسئەب ئىبنى زۇبەير) (ھ 26ـ 71 / م 647ـ 690). ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنىڭ قېرىندىشى. ئۇنى ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋان دېيرۇلجاسىلىق دېگەن جايدا يۈز بەرگەن ئۇرۇشتا ئۆلتۈرۈۋەتكەن.

مصعب بن عمير بن هاشم بن عبد مناف القرشي: (مۇسئەب ئىبنى ئۇمەير، ئىبنى ھاشىم ئىبنى ئابدۇمانافىل قۇرەشى) (ھ ؟ـ 3 / م ؟ـ 625). ئابدۇددار جەمەتىدىن، ئىسلامنى دەسلەپ قوبۇل قىلغان ساھابە، مەككىدە مۇسۇلمان بولغان. مۇسۇلمان بولۇش سەۋەبى بىلەن نۇرغۇن جاپالارنى چەككەن، مۇشرىكلار ئۇنى باغلاپ سولاپ قويغان، سولاقتىن قېچىپ، ھەبەشىستانغا ھىجرەت قىلغانلار بىلەن بىللە ھىجرەت قىلغان، كېيىن مەككىگە قايتىپ كېلىپ مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان. قولىدا كۆپلىگەن مەدىنىلىكلەر مۇسۇلمان بولغان، بەدر ئۇرۇشىغا قاتناشقان. ئوھۇد ئۇرۇشىدا تۇغ كۆتۈرگەن. ئاللاھنىڭ «مۆئمىنلەردىن ئاللاھقا بەرگەن ئەھدىدە راستچىللىق بىلەن تۇرغانلار بار» دېگەن ئايىتى مۇسئەب ۋە ئۇنىڭ ھەمراھلىرى ھەققىدە نازىل بولغان، دېيىلگەن. بۇ زات ئوھۇد ئۇرۇشىدا شېھىت بولغان.

مُطْرَانٌ ج مَطَارِنَةٌ: (مۇتران، مەتارىنە) خرىستىئانلارنىڭ باشچىسى. ئۇنىڭ مەنسىپى باش پوپتىن تۆۋەن ئېپىسكوپتىن يۇقىرى تۇرىدۇ.

مُطْرَان، خليل: (مۇتران خەلىل). لۇبنانلىق شائىر، يازغۇچى، ژۇرنالىست. مىسىرغا كۆچۈپ كەلگەن ۋە ئۇ يەردە «ئىككى ئەلنىڭ شائىرى» دەپ لەقەبلەنگەن. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

معاذ بن جبل: (مۇئاز ئىبنى جەبەل) (ھ ؟ـ 18 / م ؟ـ 639). ئەنسارىلاردىن بولغان ئۇلۇغ ساھابە. بارلىق جەڭلەرگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە قاتناشقان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى يەمەنگە قازى قىلىپ تەيىنلىگەن.

معاوية بن أبي سفيان: (مۇئاۋىيە ئىبنى

ئەبۇ سۇفيان) (ھ ؟ـ 60 / م ؟ـ 680). مەشھۇر ساھابە، شامدىكى ئۇمەۋىي دۆلىتىنىڭ ئاساسچىسى. ھىجرىيە 37 (م 658)ـ يىلى يۈز بەرگەن سىففىين ئۇرۇشىدا ھەزرىتى ئەلىگە قارشى ئۇرۇش ئاچقان. ئۇ تەدبىرلىكلىكى ۋە مۇلايىملىقى بىلەن مەشھۇر.

المعتز، ابن المعتز: (مۇئتەز، ئىبنى مۇئتەز، ئەبۇلئابباس ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 247ـ 292 / م 861ـ 907). شائىر. ئابباسىيلار سۇلالىسىنىڭ ئەمىرى. بىر كېچە ـ كۈندۈز خەلىپە بولغان. باغدادتا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە قەتلى قىلىنغان.

المعتزلة: (مۇئتەزىلە). قازا ۋە قەدەرنى ئىنكار قىلىدىغان، كالامشۇناسلىق مەسىلىلەردىكى مۇنازىرىلىرىدە لوگىكىلىق خۇلاسە ۋە قىياسقا تايىنىپ ھۆكۈم چىقىرىدىغان، ئىسلام پەلسەپىچىلىرىنىڭ بىر پىرقىسى. بۇ پىرقە ھىجرىيە 1ـ ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرىدا ئوتتۇرىغا چىققان بولۇپ، قۇرغۇچىسى ۋاسىل ئىبنى ئەتا. ئۇ ئۇستازى ھەسەنىل بەسرى بىلەن چوڭ گۇناھ قىلغان ئادەمنىڭ ھۆكمى ھەققىدە باشقىچە قاراشتا بولۇپ، دەرس سورۇنىنى ئايرىپ چىقىرىنى تارقىتىشقا باشلىغان. ئۇنىڭ سورۇنىغا قاتناشقانلار ئەلمۇئتەزىلە (يەنى ئايرىلىپ چىققۇچىلار) دەپ ئاتالغان. بۇ ئېقىم پىكىر ئەركىنلىكى، ئەقلىنىڭ شەنىنى كۆتۈرۈش ئالاھىدىلىكلىرىگە ئىگە. بۇ ئېقىمنىڭ ئىككى تارمىقى بولۇپ، بىرى بەسرە شەھىرىدە يەنە بىرى باغدادتا. مۇئتەزىلىلەرنىڭ بەش ئاساسىي پىرىنسىپى بار. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1ـ ئادالەت: يەنى ئاللاھ ئادىل بولۇپ، پۈتۈن ئىشلاردا بەندىلەرنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزلەيدۇ.

2ـ تەۋھىد: يەنى ئاللاھنىڭ زاتىدا تەئەددۇد (كۆپ تەرەپلىمىلىك، كۆپ سانلىق) ياكى زاتىدىن باشقا سۈپەتلەر يوق.

3ـ چوڭ گۇناھ قىلغۇچى يا جەننەتتە يا دوزاختا ئەمەس، بەلكى ئىككى مەنزىل ئارىلىقىدا بولىدۇ.

4ـ ئاللاھ تائالا ۋەدە قىلغان جازا ۋە ساۋابنى بېرىش كېرەك.

5ـ ئەمر ـ مەئرۇپ، نەھى ـ مۇنكەر: يەنى ھەر بىر مۇسۇلمان يامانلىقتىن توسۇپ، ياخشىلىققا بۇيرۇشى كېرەك.

مۇئتەزىلە ئېقىمى يۇقىرىقى قاراشلىرى بىلەن پائال مۇنازىرە ۋە تەشۋىق قىلىپ، نۇرغۇن يۈكسىلىشلەرگە ئېرىشكەن. مۇئتەزىلە قاراشلىرى ھەققىدە قازى ئابدۇلجەببارنىڭ "الكتاب المغني" «ئەلكىتابۇل مۇغەننىي» دېگەن ئەسىرى تولۇق مەلۇمات بېرىدۇ.

المعتصم بالله: (مۇئتەسىم بىللا) مۇھەممەد ئىبنى ھارۇن رەشىد (ھ 178ـ 228 / م 794ـ 842). ئابباسىي سۇلالىسىنىڭ سەككىزىنچى خەلىپىسى. ئەمۇرىيەنى فەتھى قىلغان ۋە ئىچكى توقۇنۇشلارغا خاتىمە بەرگەن. ئىراقتىكى سامىرا شەھىرىنى بەرپا قىلىپ، ئۇنى ئۆز خەلىپىلىكىنىڭ پايتەختى قىلغان.

المُعْتَمِدُ بنُ عَبَّاد، محمد: (مۇئتەمىد ئىبنى ئەبباد مۇھەممەد) (ھ 431ـ 477 / م 1040ـ 1095). ئەندەلۇسنىڭ ئىشبىلىيە رايونىدىكى بەنى ئۇبباد سۇلتانلىقىنىڭ ئاخىرقى سۇلتانى. شائىر ۋە ئەدىب كىشى ئىدى. ئۇ تۈرمىدە ئۆلۈپ كەتكەن.

مُعْجَمُ ما استعجم: (مۇئجەم مەستۇئجەم). ئەبۇ ئۇبەيدىلكۇبرا تۈزگەن جۇغراپىيە لۇغىتى.

المعجم المفهرس لألفاظ الحديث النبوي:

(مۇئجەمۇل مۇفەھرەس لىئەلفازىل ھەدىسىننەبەۋىي). ھەدىس سۆزلىرىنىڭ توپ يىلتىزى ۋە ئۇلارنىڭ ھەدىسىتىكى ئورۇنلىرى بويىچە رەتلەپ چىقىلغان لۇغەت. بۇ شەرقشۇناسلار تەرىپىدىن تۈزۈلگەن.

المعجم المفهرس لألفاظ القرآن الكريم: (مۇئجەمۇل مۇفەھرەس لىئەلفازىل قۇرئان كەرىم). قۇرئان كەرىم سۆزلىرىنىڭ توپ يىلتىزى ۋە ئۇلارنىڭ قۇرئاندىكى ئورۇنلىرى بويىچە رەتلەپ چىقىلغان قۇرئان كەرىم سۆزلۈكلىرى لۇغىتى.

معشر البلخي، أبو معشر البلخي: جعفر بن محمد: (مەئشەرىل بەلخىي، ئەبۇ مەئشەرىل بەلخىي جەئفەر ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 172 ـ 273 / م 788 ـ 886). ئاسترونوم. ئۇنىڭ "المدخل في علم أحكام النجوم" «ئەلمەدخەل فى ئىلمى ئەھكامىننۇجۇم» (ئاسترونومىيە ئىلمىگە كىرىش) ناملىق ئەسىرى بار.

مَعَرَّةُ النعمان: (مەئەررەتى نۇئمان). سۇرىيىدىكى بىر شەھەر. نۇئمان ئىبنى بەشىرگە نىسبەت بېرىلگەن. شائىر ئەبۇ ئەلا مەئەررىي مۇشۇ شەھەردە تۇغۇلغان.

المعلقات: (مۇئەللەقات). جاھىلىيەت ئەرەب ئەدەبىياتىدىكى كەئبىنىڭ تېمىغا ئېسىلغان ئەڭ مەشھۇر يەتتە قەسىدە، بۇ قەسىدىلەرنىڭ ئاپتورلىرى: ئىمرۇلقەيس، تەرەفە ئىبنى ئەبدى، زۇھەير ئىبنى ئەبۇ سەلما، لەبىيد ئىبنى رەبىئە، ئەمر ئىبنى كۇلسوم، ھارىس ئىبنى ھەلزە، ئەنتەرە ئىبنى شەددادلاردۇر.

معن بن زائدة: (مەئنى ئىبنى زائدە) (تەخمىنەن ھ ?ـ 1368 / م ?ـ 769). ئەرەبلەر ئىچىدە نامى چىققان مەرد، سېخىي ئادەم.

ئۇمەۋىي، ئاباسىي سۇلالىلىرىدە خىزمەت قىلغان. مەنسۇر ئۇنى يەمەنگە ۋالىي قىلىپ تەيىنلىگەن، ئاندىن كېيىن سىجىستانغا ۋالىي بولغان ۋە شۇ يەردە قەستكە ئۇچرىغان. ئۇ ھەققىدە نۇرغۇن ھېكايىلەر بار. شائىرلار ئۇ ھەققىدە نۇرغۇن مەدھىيە ۋە مەشھۇر مەرسىيىلەرنى يازغان.

المغازي: (مەغازى). ئىسلامىي فۇتۇھاتلار ھەققىدىكى كىتاب. ئۇنى ۋاقىدى تۈزگەن.

المَغْرِبُ (المملكة المغربية): (مەغرىب، ئەلمەملىكەتۇل مەغرىبىيە). ماراكەش. غەربىي ئافرىقىنىڭ شىمالىدىكى ئەرەب دۆلىتى. ئۇنىڭ شىمالىي تەرىپى ئوتتۇرا دېڭىزغا، غەربىي تەرىپى ئاتلانتىك ئوكيانغا تۇتىشىدۇ، پايتەختى رابات. دارۇلبەيزا، فاس، تەنجەت بۇ دۆلەتنىڭ ئەڭ مەشھۇر شەھەرلىرىدۇر.

المقدسي (شمس الدين): (مەقدەسى، شەمسۇددىن) (تەخمىنەن ھ ?ـ 380 / م ?ـ 990). ئەرەب جۇغراپىيىشۇناسى، سەيياھ. جۇغراپىيە توغرىسىدا يېزىلغان "أحسن التقاسيم في معرفة الأقاليم" «ئەھسەنۇتتەقاسىيم فى مەئرىفەتىل ئەقالىم» ناملىق كىتابى بار.

المَغْرِبُ العربي: (مەغرىبۇل ئەرەبى). جۇغراپىيىلىك ئاتالغۇ بولۇپ، غەربتىكى ئەرەب دۆلەتلىرى كۆرسىتىدۇ. لىۋىيە، تۇنىس، ئالجىرىيە، ماراكەش ۋە ماۋرىتانىيىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

المُغِيْرَةُ بنُ شُعْبَة: (مۇغەيرەتۇ ئىبنى شۇئبە) (ھ 50 / م 603 ـ 670). ساھابە. كۆزگە كۆرۈنگەن قوماندان. ھۇدەيبىيە سۇلھىسىگە قاتناشقان. ئىران ۋە شام فەتھىسىگىمۇ قاتناشقان. ئۇمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرىدە بەسرە ۋە كۇفىگە ۋالىي بولغان.

ئوسمان ۋە مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇلارمۇ ئۇنى كۇفىنىڭ ۋالىيلىقىدا داۋاملىق قالدۇرغان.

مَفَاتِيحُ العُلوم: (مەفاتىيھۇل ئۇلۇم). ئەبۇ ئابدۇللاھ خارەزمىي تۈزگەن خىلمۇخىل ئاتالغۇلار ھەققىدىكى ئېنسىكلوپېدىيە.

مفتاح العلوم: (مىفتاھۇل ئۇلۇم). ئىمام سەككاكى تۈزگەن كىتاب. بۇ كىتاب ئۆز دەۋرىدە ئىستىلىستىكا ۋە تىل ھەققىدە تۈزۈلگەن ئەڭ مۇكەممەل كىتاب دەپ قارىلاتتى. ئۇنىڭدا مورفولوگىيە، گراماتىكا، ئىستىلىستىكا، شېئىر ۋە قاپىيىلەر ھەققىدە توختىلىدۇ. بۇ كىتاب ھەققىدە نۇرغۇنلىغان شەرھى، ئىزاھات ۋە قىسقارتىلمىلار تۈزۈلگەن.

المُفَصَّلُ في النحو: (ئەلمۇفەسسەل فىننەھۋى). گراماتىكا توغرىسىدىكى مەشھۇر كىتاب. مەھمۇد ئىبنى ئۇمەر زەمەخشەرى تۈزگەن. بۇ كىتابقا نۇرغۇن شەرھلەر يېزىلغان. ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئەڭ ئاساسلىقى ئىبنى يەئىش تۈزگەن "شرح المفصل" «شەرھۇل مۇفەسسەل» ناملىق كىتابدۇر.

المُفَضلُ الضبي: (مۇفەززەلىززەببى، ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ؟_170 / م ؟_786). ئەدىب، تىلشۇناس، ھەدىس رىۋايەتچىسى. كۇفىلىق بولۇپ، نۇرغۇن كىتاب يازغان. ئەڭ ئاساسلىقى "المفضليات" «ئەلمۇفەززەلىيات»، "الأمثال" «ئەلئەمسال»، "معاني الشعر" «مەئانى شېئىر» ناملىق كىتابلاردۇر.

المُفَضَّلِيَات: (مۇفەززەلىيات). مۇفەززەل زەببى تۈزگەن شېئىر كىتاب. بۇ كىتاب جاھىلىيەت ۋە ئىسلام دەۋرىدە ياشىغان شائىرلارنىڭ شېئىرلىرىدىن تاللانغان. بۇ كىتاب تەتقىقاتچىلارنىڭ ياخشى باھاسىغا ئېرىشكەن.

المقاصد الخيرية الإسلامية: (ئەلمەقاسىدۇل خەيرىيەتۇل ئىسلامىيە). ئىسلام خەيرىيەت جەمئىيىتى. ھىجرىيە 1298 (م 1880)-يىلى بېيرۇتتا تەسىس قىلىنغان. لىۋاننىڭ ھەممە جايلىرىدا بۇ جەمئىيەتنىڭ دوختۇرخانا ۋە مەكتەپلىرى بار.

مقدمة ابن خلدون: (مۇقەددىمەتۇ ئىبنى خەلدۇن). ئىبنى خەلدۇن تۈزگەن مەشھۇر كىتاب. ئۇ بۇ كىتابنى "العبر وديوان المبتدأ والخبر" «ئەلئىبەر ۋە دىۋانۇل مۇبتەدەئى ۋەلخەبەر» ناملىق چوڭ تارىخ كىتابىنىڭ مۇقەددىمىسى سۈپىتىدە تۈزۈپ چىققان. ئۇ بۇ كىتابتا ئۆزىنىڭ تارىخ ۋە ئىجتىمائىي ئىشلار ھەققىدىكى قاراشلىرىنى يورۇتۇپ بەرگەن.

مَقَديشو (موقاديشو): (مەقەدىيشۇ، موقادىيشۇ). سومالى جۇمھۇرىيىتىنىڭ پايتەختى. ھىندى ئوكيان بويىغا جايلاشقان پورت شەھىرى.

المقري، أبو العباس أحمد بن محمد التلمساني: (مۇقرىي ئەبۇ ئاbbاس ئەھمەد ئىبنى مۇھەممەد تىلمىسانىي) (ھ ؟_1041 / م ؟_1631). ئەدىب، تارىخشۇناس. ئالجىرىيىدە تۇغۇلۇپ، مىسىردا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "نفح الطيب من غصن أندلس الرطيب" «نەفھۇ تەييىب مىن غۇسنى ئەندەلۇسىررەتىيب» ناملىق ئەسىرى بار.

المقريزي، تقي الدين أحمد بن علي: (مەقرىزىي، تەقىيۇددىين ئەھمەد ئىبنى ئەلى) (ھ 768_845 / م 1365_1441). ئەسلى لىۋانلىق. قاھىرەدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان مەشھۇر تارىخشۇناس. ئۇنىڭ "خطط المقريزي" «خۇتەتۇل مەقرىيزى» نامى بىلەن

مەشھۇر بولغان "المواعظ والإعتبار في ذكر الخطط والآثار" «ئەلمەۋائىز ۋەلئىئتىبار فى زىكرىل خۇتەتى ۋەلئاسار» ناملىق ئەسىرى ۋە ئەييۇبىيلار ۋە مەملۇكىيلار تارىخى توغرىسىدا يېزىلغان "السلوك لمعرفة الدول والملوك" «ئەسسۇلۇك لىمەئرىفەتىددۇۋەلى ۋەلمۇلۇك» ناملىق ئەسىرى بار.

المُقَفَّع، ابن المقفع، عبد الله: (مۇقەففەئ، ئىبنى مۇقەففەئ، ئابدۇللاھ) (ھ 106 ـ 142 / م 724 ـ 759). ئەدىب. پارس مىللىتىدىن چىققان ئەرەب يازغۇچىسى. ئۇ دىنسىز دەپ قارىلىپ، بەسرە ۋالىيسى تەرىپىدىن قەتلى قىلىنغان. ئۇنىڭ "الأدب الكبير" «ئەلئەدەبۇل كەبىر»، "الأدب الصغير" «ئەلئەدەبۇسسەغىر» ناملىق ئەسەرلىرى بار. ئۇ «كەلىلە ۋە دىمنە» ناملىق كىتابنى پەھلىۋىي تىلى (قەدىمكى پارس تىلى) دىن ئەرەبچىگە تەرجىمە قىلغان.

المُقَوْقِسْ: (مۇقەۋقىس). مىسىر ۋە ئىسكەندەرىيە پادىشاھلىرىنىڭ ئىسلامدىن بۇرۇنقى ئورتاق نامى.

المقولات: (مەقۇلات). ئارىستوتېل تۈزگەن كىتاب. بۇ كىتاب ئەرەب پەلسەپىسىگە ۋە فارابىي، ئىبنى سىنا، ئىبنى رۇشد تەلىماتلىرىغا چوڭقۇر تەسىر كۆرسەتكەن. بۇ كىتابنى ئىسھاق ئىبنى ھۇنەيىن سۈرىيان ۋە ئەرەب تىلىغا تەرجىمە قىلغان.

مكحول، مكحول بن أبي مسلم الهذلي أبو عبد الله الشامي: (مەكھۇل، مەكھۇل ئىبنى ئەبى مۇسلىمىل ھۇزەلى، ئەبۇ ئابدۇللاھ شامى) (ھ ?ـ 112 / م ?ـ 730). تابىئىنلاردىن بولۇپ، مەشھۇر فەقىھ، ئۆز زامانىدىكى شام ئەللامىسى، ھەدىسشۇناس ئىدى. ئەسلى پارس بولۇپ، كابۇلدا تۇغۇلغان. ھەدىس ئۆگىنىش ئۈچۈن بۇرۇن ئىراق، مەدىنە قاتارلىق كۆپلىگەن يۇرتلارنى كەزگەن. كېيىن دىمەشقكە جايلىشىپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئىمام زۆھرى: «زامانىسىدا مەكھۇلدەك پەتىۋا بېرەلەيدىغان ئىككىنچى بىرسى يوق ئىدى» دېگەن.

مِكْناس: (مىكناس). ماراكەشنىڭ غەربىي شىمالىدىكى شەھەر. مۇھىم سودا ـ تىجارەت مەركىزى.

ملك بنت حفني ناصيف: (مەلەك بىنتى ھىفنى ناسىف) (ھ 1303 ـ 1336 / م 1886 ـ 1918). مىسىرلىق ئەدىبە، ئالىم ھىفنى ناسىفنىڭ قىزى. "باحثة البادية" «باھىسەتۇل بادىيە» دېگەن تەخەللۇسى بىلەن مەشھۇر. ئۇنىڭ ئاياللار ھوقۇقىنى قوغداش ھەققىدە يازغان "النسائيات" «ئەننىسائىيات» ناملىق ماقالىلەر توپلىمى بار.

ملكشاهI: (مەلىكشاھ I) (ھ 447 ـ 485 / م 1055 ـ 1092). سالجۇقىيلارنىڭ چوڭ سۇلتانى. 1072 ـ يىلى ئاتىسى ئالىپ ئارسلاننىڭ ئورنىغا ئولتۇرغان. نىزامۇلمۇلۇكنى ۋەزىرلىككە تەيىنلىگەن ۋە نىزامىيە مەدرىسىلىرىنى بەرپا قىلغان. ئۇنىڭ دەۋرىدە دۆلەت راسا گۈللەنگەن. ئوغلى مەھمۇد ۋە بەركىيارۇقلار تەخت ۋارىسى بولغان.

المَمَالِيكُ: (مەمالىك). تۈركلەر، چېركەسلەر، موڭغۇللاردىن تەركىب تاپقان سۇلالە. ئۇلارنى ئەييۇبىيلار ياللانما ئەسكەر قىلىپ ئىشلەتكەن. ئۇلار شۇنداق تۇرۇپ ھاكىمىيەتنى قولىغا كىرگۈزۈۋالغان ۋە ئەييۇبىيلارنى يوقىتىپ ئورنىغا مىسىردا مەمالىكۇل بەھرىيە، مەمالىكۇل بەرجىيە نامىدىكى ئىككى دۆلەتنى قۇرغان. ئۇلارنى

ئوسمان ئىمپېرىيىسى بىنىچىت قىلغان. ئۇلارنىڭ ئەڭ مەشھۇر سۇلتانى بىبروس ئىدى.

مَنْبِج: (مەنبىج). سۈرىيىنىڭ ھەلەب چېگرىسىغا جايلاشقان شەھىرى. مىلادىيە 10 ـ ئەسىردە مۇشۇ جايدا مۇسۇلمانلار بىلەن رىملىقلار ئوتتۇرىسىدا نۇرغۇن ئۇرۇش بولغان.

المُنْجد: (مۇنجىد). ئەب لۇۋىس مەئلۇف يەسۇئى تۈزگەن ئەرەب تىل لۇغىتى. بۇ لۇغەت ھىجرىيە 1326 ـ يىلى (مىلادىيە 1908 ـ يىلى) تۈزۈلگەن. بۇ لۇغەت بىر نەچچە قېتىم نەشر قىلىنغان ۋە ئۇنىڭغا نۇرغۇن قوشۇمچە مەزمۇنلار، ئىلاۋىلەر قوشۇلغان.

منجم باشي (أحمد): (مۇنەججىم باشى، ئەھمەد) (ھ ؟ ـ 1114 / م ؟ ـ 1702). ئوسمانىي خەلىپىلىكىنىڭ تارىخشۇناسى. ئۇنىڭ ئەرەب تىلىدىكى "جامع الدول" «جامىئۇددۇۋەل» (دۆلەتلەر تارىخى) ناملىق ئەسىرى بار. بۇ ئەسەر تۈركىيىدە يېزىلغان.

المُنَسْتِيْر: (مۇنەستىير). تۇنىستىكى بىر شەھەر ۋە ئوتتۇرا دېڭىز بويىغا جايلاشقان ئىستراتېگىيىلىك پورت. مۇنەستىر ۋىلايىتىنىڭ مەركىزى.

المنصور، عبد الله بن محمد، أبو جعفر: (مەنسۇر، ئابدۇللاھ ئىبنى مۇھەممەد، ئەبۇ جەئفەر) (ھ 95 ـ 158 / م 714 ـ 775). ئابباسىيلار خەلىپىلىكىنىڭ قۇرغۇچىسى ۋە ئىككىنچى خەلىپىسى. ھىجرىيە 136 ـ 158 ـ يىللاردا ھۆكۈم سۈرگەن. باغداد شەھىرىنى بىنا قىلغان. ئۇ تەرجىمە ئىشلىرىنىڭ راۋاجلىنىشىغا ناھايىتى كۈچ چىقارغان.

المَنْصُوْرَةُ: (مەنسۇرە). مىسىردىكى نىل دەرياسى بويىغا جايلاشقان دېقھلىيە رايونىنىڭ مەركىزى. فرانسىيە پادىشاھى لويىسIX مۇشۇ شەھەردە ئەسىرگە چۈشكەن.

مُنَظَّمَةُ الأمم المتحدة: (مۇنەززەمەتۇل ئۇمەمىل مۇتتەھىدە). بىرلەشكەن دۆلەتلەر تەشكىلاتى. بۇ خەلقئارالىق تەشكىلات بولۇپ، ھىجرىيە 1366 ـ يىلى (مىلادىيە 1946 ـ يىلى) تەسىس قىلىنغان. ئۇنىڭ باش ئورگىنى نيۇـ يوركتا.

منظمة التحرير الفلسطينية: (مۇنەززىمەتۇت تەھرىيرىل پەلەستىنىيە). پەلەستىن ئازادلىق تەشكىلاتى. بۇ تەشكىلات سىياسىي تەشكىلات بولۇپ، ھىجرىيە 1384 ـ يىلى (مىلادىيە 1964 ـ يىلى) قۇرۇلغان. ئۇ پەلەستىن خەلقىنى يەھۇدىي قىساسچىلىرىنىڭ ئىشغالىيىتىدىن قۇتۇلدۇرۇش ۋە تارتىۋېلىنغان ھوقۇقىنى قايتۇرۇۋېلىش كۈرىشىگە يېتەكچىلىك قىلىدۇ.

مَنْظُور، ابن منظور، محمد بن مكروم: (مەنزۇر مۇھەممەد ئىبنى مەكرۇم) (ھ 630 ـ 711 / م 1232 ـ 1311). تىلشۇناس، ئەدىب. ئۇ ئەرەب تىلىدا لۇغەت تۈزگەن. مىسىردا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "لسان العرب" «لىسانۇل ئەرەب» ناملىق لۇغىتى ئەڭ مەشھۇر.

مَنْفَلُوط: (مەنفەلۇت). مىسىر تۆۋەنلىكىدىكى بىر شەھەر. ئۇ نىل دەرياسىنىڭ غەربىي قىرغىقىغا جايلاشقان. ئاسيوت رايونى تەۋەلىكىدە.

المنفلوطي، مصطفى لطفي: (مەنفەلۇتى مۇستافا لۇتفى) (ھ 1293 ـ 1343 / م 1877 ـ 1924). ئەدىب، يازغۇچى، ژۇرنالىست. ئۇنىڭ "النظرات و العبرات" «ئەنەزەرات ۋەلئەبەرات» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار. ئۇ يەنە

"مجدولين" «مەجدۇلىين» ، "في سبيل التاج" «فى سەبىيلتتاج» قاتارلىق ئۇرغۇن فرانسۇز تىلىدىكى ئەسەرلەرنى تەرجىمە قىلغان.

المدينة المُنَوَّرَةُ: (مەدىنەتۇلمۇنەۋۋەرە). مەدىنە، يەسرىب دەپمۇ ئاتىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مىلادىيە 622 ـ يىلى مۇشۇ يەرگە ھىجرەت قىلغان.

المَنَامَةُ: (مەنامە). بەھرەين دۆلىتىنىڭ پايتەختى.

المَهْدِيَّةُ: (مەھدىيە). 1. تۇنىسنىڭ ئوتتۇرا دېڭىز بويىغا جايلاشقان شەھىرى. 2. ماراكەش دۆلىتىدىكى ئاتلانتىك ئوكيان بويىغا جايلاشقان شەھەر.

مَهْرَاجَان: (مىھراجان). ھىندى ئەمەلدارلىرىنىڭ ئورتاق نامى.

المُهَلْهَلُ، عدي بن ربيعة: (مۇھەلھەل، ئەدى ئىبنى رەبىئە) (م ?ـ 530). جاھىلىيەت شائىرى، چەۋەنداز. ئۇ مۇھەلھەل دېگەن نام بىلەن تونۇلغان. ئۇ لىرىك شېئىر يازغۇچىلارنىڭ ئەڭ تۇنجىسى ئىدى. بەسۇس ئۇرۇشىدا قازا قىلغان قېرىندىشى كۇلەيبكە ئاتاپ ئوقۇغان مەرسىيىسى بىلەن نام چىقىرىشقا باشلىغان.

مِهْيَارُ الدَّيْلمي، مهيار بن مرزوية: (مىھيار دەيلىمى، مىھيار ئىبنى مەرزەۋەيھ) (ھ ?ـ 429 / م ?ـ 1037). باغدادلىق شائىر. ئۇ بۇرۇن ئاتەشپەرەس ئىدى. كېيىن ئۇستازى شەرىف رەزىنىڭ قولىدا مۇسۇلمان بولغان. شىئە مەزھەپ تەرەپدارى. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

مَوجّ رَاهِط: (مەۋجىۇن راھىت). دەمەشقنىڭ شىمالىدىكى تۈزلەڭلىك. ئۇ يەردە ھىجرىيە 65 (م 684)ـ يىلى قاتتىق جەڭ بولغان. بۇ جەڭدە ئۇمەۋىيلار سۇلالىسىنىڭ خەلىپىسى مەرۋان ئىبنى ھەكەم ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنىڭ ئىتتىپاقدىشى زەھھاك ئىبنى قەيس ئۇستىدىن غەلىبە قىلغان.

المُوَحِّدُوْن: (مۇۋەھھىدۇن). ماراكەشتىكى بىر سۇلالە. مورابىتىينلار سۇلالىسىنى مۇنقەرىز قىلىپ، شىمالىي ئافرىقا ۋە ئەندەلۇستا مورابىتىينلار سۇلالىسىنىڭ ئورنىغا ئۆز سۇلالىسىنى تىكلىگەن. بۇ سۇلالە ھىجرىيە 525 ـ 668 (م 1130 ـ 1269)ـ يىللاردا دەۋر سۈرگەن.

موريتانيا: (جمهورية موريتانيا الإسلامية) (مورىيتانىيە، جۇمھۇرىيەتۇ مورىيتانىيەل ئىسلامىيە). ماۋرىتانىيە ئىسلام جۇمھۇرىيىتى. ئافرىقىنىڭ غەربىي شىمالىدىكى ئەرەب جۇمھۇرىيىتى. ئۇنىڭ پايتەختى نەۋاكشوت. مىلادىيە 1960 ـ يىلى فرانسىيە مۇستەملىكىسىدىن قۇتۇلۇپ، مۇستەقىل بولغان.

مُوسى: (مۇسا). مۇسا ئەلەيھىسسالام. ئۇ يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ نەۋرىسى لاۋىنىڭ نەسلىدىن بولغان ئىمراننىڭ ئوغلى. مۇسا ئەلەيھىسسالام پىرئەۋن (ۋەلىد ئىبنى مۇسئەب) نىڭ دەۋرىدە تۇغۇلغان. مۇسا ئەلەيھىسسالامغا تۇر تېغىدا ۋەھيى نازىل بولۇپ، پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ قوۋمىنى بىر ئاللاھغا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلغان. ئاللاھتائالا مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ھاسىسىنىڭ ئەجدىھاغا ئايلىنىشى ۋە قولىنىڭ قۇياشتەك ئاپئاق نۇرلۇق بولۇپ كۆرۈنۈشىدەك مۆجىزىلەرنى ئاتا قىلغان. پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ گورۇھى ئىماندىن باش تارتىپ، زۇلۇمدا ئەزۋەيلىگەنلىكى

ئۇچچۇن ئاللاھ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا بەنى ئىسرائىلنى ئېلىپ، مىسىردىن پەلەستىن زېمىنىغا كېتىشنى ۋەھيى قىلغان. پىرئەۋن ۋە ئۇنىڭ قوشۇنلىرى مۇسا ئەلەيھىسسالام باشچىلىقىدىكى بەنى ئىسرائىلنى قوغلاپ چىقىپ، سۇدا غەرق بولۇپ ھالاك بولغان. بەنى ئىسرائىل پىرئەۋنىنىڭ زۇلمىدىن قۇتۇلغاندىن كېيىن، ئاللاھ ئۇلارنى بەيتۇلمۇقەددەسكە كىرىپ، ئۇ يەردىكى جەبابىرلارنى قوغلاپ چىقىرىشقا بۇيرۇغان. ئەمما ئۇلار قورقۇنچاقلىق قىلىپ باش تارتقان. شۇنىڭ ئۇچۇن ئاللاھ ئۇلارنى سىنا چۆلىدە قىرىق يىل ئاداشتۇرۇپ جازالىغان. مۇسا ئەلەيھىسسالام ئەنە شۇ چۆلدە بىر يۈز يىگىرمە يېشىدا ۋاپات بولغان.

موسى بن عقبة بن أبي عياش الأسدي، أبو محمد: (مۇسا ئىبنى ئۇقبە ئىبنى ئەبى ئەيياش، ئەبۇ مۇھەممەد) (ھ ?_114 / م ?_758). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمھالىنى ياخشى بىلىدىغان ھەدىسشۇناس ئالىم، "كتاب المغازي" «كىتابۇل مەغازىي» ناملىق ئەسەرنى يازغان.

مُوسَى بنُ نُصَيْر: (مۇسا ئىبنى نۇسەير) (ھ 19_97 / م 640_716). مەشھۇر قوماندان. ئۇ ئابدۇلمەلىك ئىبنى مەرۋاننىڭ زامانىدا ئافرىقىنى فەتھى قىلغان. قەيرىۋان دېگەن جايدا ئورۇنلىشىپ بەربەر قەبىلىلىرىنى بويسۇندۇرغان.

الموصل: (ئەلمەۋسىل). ئىراقنىڭ شىمالىدىكى بىر شەھەر. نىنەۋى رايونىنىڭ مەركىزى شەھىرى. بۇ شەھەرنى مۇسۇلمانلار ھىجرىيە 636_يىلى ئازاد قىلغان.

المَوْصِلِيْ، إبراهيم بن ماهان: (مەۋسىلى، ئىبراھىم ئىبنى ماھان) (ھ 125_189 / م 742_804). ھارۇن رەشىدنىڭ دەۋرىدە ئۆتكەن مۇزىكانت ۋە ناخشىچى.

المُوَطَّأ: (ئەلمۇۋەتتا). فىقھى ۋە ھەدىس ھەققىدە يېزىلغان كىتاب بولۇپ، ئۇنى ئىمام مالىك تۈزگەن. (ئىمام مالىك مۇۋەتتاسى دېيىلىدۇ)

المويلحي، محمد بن إبراهيم: (ئەلمۇۋەيلىھى، مۇھەممەد ئىبنى ئىبراھىم) (ھ 1258_1349 / م 1868_1930). مىسىرلىق يازغۇچى. ئۇ يېڭى زامان ئەدەبىياتى گۈللىنىشىنىڭ ئاساسچىسى. ئۇنىڭ ماقامات ئۇسلۇبىدا يېزىلغان "حديث عيسى بن هشام" «ھەدىسۇ ئىسا ئىبنى ھىشام» (ئىسا ئىبنى ھىشام پاراڭلىرى) ناملىق كىتابى بار.

المَيْدَانِيُّ، أحمد بن محمد: (مەيدانى، ئەھمەد ئىبنى مۇھەممەد) (ھ ?_518 / م ?_1124). ئەدىب، تىلشۇناس. نىشاپۇردا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇ "السامي في الأسامي"، «ئەسسامىي فىل ئۇسامىي»، "مجمع الأمثال" «مەجمەئۇل ئەمسال» (ماقال-تەمسىللەر توپلىمى) قاتارلىق نۇرغۇن كىتابلارنى يازغان.

مَيْسَان: (مەيسان). ئىراقتىكى بىر رايون. ئۇنىڭ مەركىزى شەھىرى ئۇمارە.

مَيْمون، ابن ميمون، أبو عمران موسى: (مەيمۇن، ئەبۇ ئىمران مۇسا) (ھ 530_601 / م 1135_1204). يەھۇدىيلار ئىچىدىن چىققان پەيلاسوپ ۋە تېۋىپ. ئۇ ئەندەلۇستا تۇغۇلۇپ، مىسىردا ياشىغان ۋە شۇ يەردە ۋاپات بولغان، ئۇنىڭ "دلالة الحائرين" «دەلالەتۇل ھائىرىن» (تېڭىرقىغانلارغا يول كۆرسەتكۈچ) ناملىق كىتابى بار.

ميمون بن مهران الرقي الجزري (أبو أيوب): (مەيمۇن ئىبنى مەھرانىررىققىل جەزەرى، ئەبۇ ئەييۇب) (ھ 37 ـ 117 / م 657 ـ 735). فەقىھ، تابىئىنلاردىن بولۇپ، ناھايىتى تەقۋادار ئىدى. ئۇ ئەسلى قۇل بولۇپ، كېيىن ئازاد قىلىنىپ كۇفىدە چوڭ بولغان، رىققا شەھرىدە ئولتۇراقلاشقان ۋە شۇ يەرنىڭ كاتتا ئالىمىغا ئايلانغان. خەلىپە ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز تەرىپىدىن رىققا شەھرىگە قازى قىلىنىپ تەيىنلەنگەن. قىبرىسقا يۈرۈش قىلغان قوشۇننىڭ ئالدىنقى سېپىدە دېڭىزدىن ئۆتكەن. خەلىپە ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزنىڭ بالىلىرىغا مۇدەررىس بولغان.

ميمونة بنت الحارث بن حزن الهلالية (أم المؤمنين): (مەيمۇنە بىنتى ھارىس ئىبنى ھەزنىل ھىلالىيە، ئۇممۇلمۇئمىنىن) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئالغان ئاياللىرىنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى ۋە ئەڭ ئاخىرىدا ۋاپات بولغىنى. ئۇنىڭ ئەسلى ئىسمى «بەررە» بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى مەيمۇنە دەپ ئۆزگەرتكەن. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ھىجرەتتىن بۇرۇن مەككىدىكى چاغدىلا بەيئەت قىلغان بولۇپ، ئەسلىدە ئەبۇ رەھىم ئىبنى ئابدۇلئۇززا ئامىرىينىڭ نىكاھىدا ئىدى. ئېرى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن، ھىجرىيەنىڭ 7 ـ يىلى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئەمرىگە ئالغان. ئۇ 80 يىل ئۆمۈر كۆرگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن 76 ھەدىس رىۋايەت قىلغان. مەككىگە يېقىن سەرەف دېگەن جايدا ۋاپات بولغان ۋە شۇ جايغا دەپنە قىلىنغان. پەزىلەتلىكلىكى ۋە سالىھەلىكى بىلەن تونۇلغان.

# ن

النابغة الجعدي، قيس بن عبد الله: (نابىغەتۇل جەئدى، قەيس ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ ?ـ65 / م ?ـ684). جاھىلىيەت ھەم ئىسلام دەۋرىدە ياشىغان شائىر. پارسىنى فەتھى قىلىشقا قاتناشقان. سىففىين ئۇرۇشىدا ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب بىلەن بىر سەپتە جەڭ قىلغان. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

النابغة الذبياني، زياد بن معاوية: (نابىغەتۇززۇبيانى، زىياد ئىبنى مۇئاۋىيە) (م ?ـ604). جاھىلىيەت شائىرى. كەئبىنىڭ تېمىغا ئېسىلغان شېئىرلار ئىچىدە ئۇنىڭمۇ شېئىرى بار ئىدى. ئۇ ھىرە ۋە غەسسان پادىشاھلىرىغا ئاتاپ قەسىدە يازغان. پادىشاھ نوئمانغا ئاتاپ يېزىلغان ئۆزرە ئېيتىش مەزمۇنى سىڭدۈرۈلگەن "نعمانيات" «نوئمانىيات» ناملىق شېئىرى بىلەن مەشھۇر بولغان. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

نابُلُسْ: (نابۇلۇس). پەلەستىننىڭ ئىئوردان دەرياسى غەربىدىكى بىر شەھىرى. ھازىر ئىسرائىلىيە ئىشغالىيىتىدە.

ناصر بن عبد السيد أبي المكارم بن علي أبو المظفر و أبو الفتح المطرزي: (ناسىر ئىبنى ئابدۇسەيد ئەبۇ فەتھىل مۇتەررەزى) (ھ 536ـ610 / م 1141ـ1213). فەقىھ، تىلشۇناس. "الإيضاح" «ئەلئىيزاھ»، "شرح مقامات الحريري" «شەرھى ماقاماتىل ھەرىرى»، "الإقناع" «ئەلئىقناﺋ» (لۇغەت)، لوگىكا ھەققىدە "اصلاح المنطق" «ئىسلاھۇل مەنتىق» (لوگىكىنى ئىسلاھ قىلىش) ناملىق كىتابلار ئۇنىڭ ئەسەرلىرىدۇر.

ناصر الدين بن يوسف أبو القاسم السمرقندي: (ناسىرۇددىن ئىبنى ئەبۇ يۇسۇف ئەبۇلقاسىم سەمەرقەندى) (ھ ?ـ656 / م ?ـ1258). چوڭقۇر مەلۇماتلىق، شۆھرەتلىك ئالىم. نۇرغۇن ئەسەرلەرنى يازغان. "نافع" «نافىئ»، "الملتقط" «ئەلمۇلتەقىت»، "خلاصة المفتي" «خۇلاسەتۇل مۇفتى»، "كتاب الإخصاب" «كىتابۇل ئىخساب»، "مصابيح السبل" «مەسابىيھۇسسۇبۇل» ناملىق ئەسەرلەر شۇلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

نافع بن عبد الرحمن: (نافىئ ئىبنى ئابدۇراھمان) (ھ ?ـ169 / م ?ـ785). مەشھۇر ئون قىرائەت پېشۋالىرىدىن بىرى. مەدىنىدە ياشىغان. ئەسلى ئىسفاھانلىق ئىدى.

نُبَاتَة المصري: (نۇباتەتۇل مىسرى، ئىبنى نۇباتە مۇھەممەد ئىبنى مۇھەممەد) (ھ 686ـ786 / م 1287ـ1366). مىسىرلىق شائىر، يازغۇچى. ئۇنىڭ "مطلع الفوائد" «مەتلەئۇل فەۋائىد» (پايدىلار مەنبەسى)، "سلوك دول الملوك" «سۇلۇكۇ دۇۋەلىل مۇلۇك» ناملىق ئەسەرلىرى ۋە نەشر قىلدۇرۇلغان بىر توپلىمى بار.

النَّبَطُ الأنباط: (نەبتۇلئەنبات). سامى

خەلقى. ئۇلارنىڭ دۆلىتى ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ شىمالىدا. دۆلەتنىڭ پايتەختى سەلەئ. بۇ جاي ھازىر "البتراء" «ئەلبەترا» دەپ ئاتىلىدۇ.

نَبوخَذْ نَصَّر الثاني: (نەبۇخەز نەسسەر سانى) (مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 605 ـ 562). كەلدانىيە دۆلىتىنىڭ قۇرغۇچىسى. بابىلونلارنىڭ كۆزگە كۆرۈنگەن ئادىمى. ئۇ مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 605 ـ يىلى قەرقەمىس ئۇرۇشىدا مىسىرلىقلارنى مەغلۇپ قىلغان. مىلادىيەدىن بۇرۇنقى 586 ـ يىلى پەلەستىننى بېسىۋېلىپ، يەھۇدىيلارنى ئەسىر ئالغان.

نجد: (نەجدە). سەئۇدى ئەرەبىستاندىكى بىر رايون. بۇ رايون ئەرەب يېرىم ئارىلىنىڭ كۆپ قىسمىنى ئىگەللەيدۇ. سەئۇدي دۆلىتىنىڭ پايتەختى رىيادمۇ مۇشۇ رايونغا تەۋە. بۇ جاي ۋەھھابىي مەزھىپىنىڭ بۆشۈكى. سەئۇدي خانىدانلىق ئائىلىسى مۇشۇ رايوندىن.

نِزَارُ بن مَعَدّ بن عدنان: (نىزار ئىبنى مەئەد ئىبنى ئەدنان). ئەرەب مۇزەر ۋە رەبىئە قەبىلىلىرىنىڭ دەسلەپكى ئەجدادى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبىمۇ مۇشۇلارغا تۇتىشىدۇ.

النسائي، أحمد بن شعيب بن علي الخراساني، النسائي (أبو عبد الرحمن): (نەسەئىي، ئەھمەد ئىبنى شۇئەيب ئىبنى ئەلى خۇراسانى، نەسەئى، ئەبۇ ئابدۇراھمان) (ھ 215 ـ 303 / م 830 ـ 915). مەشھۇر سۈنەن كىتابىنىڭ مۇئەللىپى، قازى، شەيخۇلئىسلام بولغان. ئۇنىڭ تېگى خۇراساندىكى نەسا دېگەن جايدىن، جاھان كېزىپ ئاخىرى مىسىرغا يەرلەشكەن. ئۇ يەردىكى ئالىملار ئۇنى چەتكە قاققان. شۇنىڭ بىلەن پەلەستىندىكى رەملە شەھىرىگە چىقىپ كەتكەن. ۋاپات بولغاندا بەيتۇلمۇقەددەسكە دەپنە قىلىنغان. ھەدىس توغرىسىدا "السنن الكبرى" «ئەسسۇنەنۇل كۇبرا»، ھەدىس راۋىيلىرى ھەققىدە "المجتبى" «ئەلمۇجتەبا»، "الضعفاء والمتروكون" «ئەززۇئەفا ۋەلمەترۇكۇن» يەنە "خصائص علي" «خەسائىسۇ ئەلى»، "مسند علي" «مۇسنەد ئەلى» ۋە "مسند مالك" «مۇسنەد مالىك» قاتارلىق بىر قانچە ئەسەرلەرنى يازغان.

النسفي (أبو حفص، عمر بن محمد بن أحمد بن إسماعيل بن محمد بن لقمان نجم الدين): (نەسەفى، ئەبۇ ھەفس، ئۆمەر ئىبنى مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد ئىبنى ئىسمائىل نەجمىددىن) (ھ 461 ـ 537 / م 1068 ـ 1142). ھەنەفىي مەزھىپىدىكى فەقىھ. مەشھۇر كالامشۇناس. كاتتا ئالىم. سەمەرقەندتە ياشىغان. ئۇ نۇرغۇن ئەسەر يازغان. "التيسير في التفسير" «ئەتتەيسىر فىتتەفسىر» ناملىق قۇرئان تەپسىرى، تەۋھىد ھەققىدە يازغان "العقائد النسفية" «ئەلئەقائىد نەسەفىيە» ۋە "كتاب المواقيت" «كىتابۇل مەۋاقىت»، "الأشعار بالمختار" «ئەلئاشئار بىلمۇختار»، "كتاب المشاريع" «كىتابۇل مەشارىئ»، "تاريخ بخارى" «بۇخارا تارىخى» (سەمەرقەند ئالىملىرى تەرجىمىھالى ھەققىدە يېزىلغان 20 جىلدلىق كىتاب) قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

النَّاصِرَةُ: (ناسىرە). پەلەستىندىكى جەلىل مەھەللىسى. ئىسا ئەلەيھىسسالام مۇشۇ يەرلىك.

نَاصِرِيٌّ ج نَاصِرِيُّون: (ناسىرىي، ناسىرىيۇن). 1. ناسىرە شەھىرىلىك ئادەم، «يەسۇئۇنناسىرى». ناسارا دېگەن سۆز

مۇشۇنىڭدىن چىققان. 2. مىسىر زۇڭتۇڭى جامال ئابدۇناسىرنىڭ قوللىغۇچىلىرى ۋە ئۇنىڭ مەسلىكىنى ياقلايدىغان كىشىلەر.

نصر بن أحمد بن العباس أبو أحمد العياضي: (نەسرى ئىبنى ئەھمەد ئىبنى ئاببىاس ئەبۇ ئەھمەد ئەييازى). كامالەتكە يەتكەن فەقىھ. ھەنەفىي مەزھىپىدىن. ماۋەرائۇننەھر بويىچە ئالىملارنىڭ پېشۋاسى شەيخ ئەبۇ ھەفسە بۇخارى مۇنداق دەيدۇ: «ھەنەفىي مەزھىپىنىڭ ئەڭ ئەۋزەللىكىگە شۇ نەرسە پاكىتكى، ھەنەفىي مەزھىپى ھەممىدىن مەقبۇل مەزھەپ بولمىغان بولسا، ئەبۇ ئەھمەد ئەييازى بۇ مەزھەپنى تاللىمىغان بولاتتى». بۇ زاتنىڭ ئىلمى ئىھاتىسىنىڭ كەڭلىكىگە يەنە شۇ دەلىلكى، ھەكىم ئەبۇلقاسىم مۇنداق دەيدۇ: «يۈز يىلدىن بۇيان خۇراساندىن ماۋەرائۇننەھرگىچە بولغان جايلاردىن فىقھشۇناس ئەبۇ ئەھمەد ئەييازدەك ئالىم چىققان ئەمەس».

النَّظّام، ابراهيم بن سيار: (نەززام، ئىبراھىم ئىبنى سەييار) (ھ ?_231 / م ?_845). مۇئتەزىلە ئېقىمىدىكى كالامشۇناس. بەسرەدە تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. نەززامىيە پىرقىسىگە باشلامچىلىق قىلغان. ئىمام جاھىزمۇ شۇ كىشىدىن تەلىم ئالغان.

نظام المُلك: (نىزامۇلمۇلك) (ھ 408_485 / م 1018_1092). سالجۇقىيلارنىڭ ئەڭ مەشھۇر ۋەزىرى. ئالپ ئارسلان ۋە ئۇنىڭ ئوغلى مەلىكشاھنىڭ ۋەزىرى بولغان. 1065_ يىلى نىيشاپۇر ۋە باغدادتا «نىزامىيە مەدرىسى»نى قۇرغان. ئىراقتا ۋە پارستا تىنچلىق بەرپا قىلغان. ئىسمائىلىيۇنلار (قەستلەپ ئۆلتۈرگۈچىلەر تەشكىلاتى) تەرىپىدىن قەستلەپ ئۆلتۈرۈلگەن. ئۇنىڭ «سىياسەتنامە» ناملىق ئەسىرى بار.

نظامي كنجوي: (نىزام گەنجىۋى) (ھ 534_599 / م 1140_1203). مەشھۇر پارس شائىرى. ئۇ تولىمۇ زاھىد كىشى ئىدى. پارس ئەدەبىياتىنىڭ تەرەققىياتىغا زور تەسىر كۆرسەتكەن. ئۇنىڭ «سىرلار خەزىنىسى»، «خىسراۋ ۋە شىرىن»، «لەيلى-مەجنۇن»، «ئىسكەندەرنامە»، «ھەفتە پەيكەر» قاتارلىق بەش داستانىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان "فنج غنج" (بەش بايلىق) ناملىق كىتابى بار.

النعمان بن بشير، ابن ثعلبة الخزرجي الأنصاري (أبو عبد الله): (نوئمان ئىبنى بەشىر، ئىبنى سەئلەبەتۇل خەزرەجىل ئەنسارى، ئەبۇ ئابدۇللاھ) (ھ 2_65 / م 623_684). ئەمىر، ناتىق، شائىر بولۇپ، ساھابىلارنىڭ كاتتىلىرىدىن ئىدى. ئۇ 124 ھەدىس رىۋايەت قىلغان. سىففىين جېڭىگە مۇئاۋىيە بىلەن بىللە قاتناشقان، دەمەشققە قازى بولغان. خەلىپە مۇئاۋىيە تەرىپىدىن باشتا يەمەنگە، كېيىن كۇفەگە، ئاندىن كېيىن ھىمىسقا ۋالىي قىلىپ تەيىنلەنگەن. كېيىنچە نوئمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا بەيئەت قىلغاندا، ھىمىس ئاھالىسى قوزغىلاڭ كۆتۈرگەچكە، ھىمىستىن قېچىپ چىققان ۋە ئۇزاق ئۆتمەي ئۆلتۈرۈلگەن. ئۇنىڭ شېئىرلىرى بىر كىتاب قىلىنىپ نەشر قىلىنغان.

النعمان بن المنذر: (نوئمان ئىبنى مۇنزىر) (م 580_602). ھىرەدىكى لەخمىيىلار پادىشاھلىقىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى ۋە ئەڭ مەشھۇر پادىشاھى.

نفطوية (إبراهيم): (نىفتەۋەيھ، ئىبراھىم) (ھ 244_323 / م 858_935). مەشھۇر

نيــــازي: (نىيـازى) (ھ 1026 ـ 1105 / م 1617 ـ 1694). تۈركىيـﻪدىكى مەشھۇر ئەھلـى تەرىقەت. يېتىلگەن ۋائىـز. ئۇ نەقـشىبەندىيە تەرىقـﻪتىگە ئەگەشـكەن بولـۇپ، نۇرغـۇن خانىقالارنى تەسىس قىلغان.

نيسابور: (نىيسابۇر). نىشاپۇر، ئىراننىـڭ شـەرقىي شـىمالىدىكى خۇراسـاننىڭ مەركـىزى شــەھىرى. ئـۇ ئوتتـۇرا ئەسـىرلەردە ئـىسلام مەدەنىيىتىنىڭ ئەڭ چوڭ مەركىزى ئىدى.

نِيْنَــــوَى: (نىنەۋىـــي). 1. ئىراقنىـــڭ شىمالىدىكى قەدىمكى ئاشۇرىيە شـەھىرى. 2. ئىراقنىـڭ شـىمالىدىكى بىـر رايـون. ئۇنىـڭ مەركـىزى مەۋسىل.

گرامماتىكا ئالىمى. سۈيۈلەبنىڭ شاگىرتى. ۋاسىت دېگەن جايدا تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان.

**نفيسة (السيدة)**: (نەفىسە، سەييىدە) (ھ ?-208 / م ?-824). نەفىسە ئىلىم-مەرىپەت مۇھىتىدا يېتىلگەن بولۇپ، تەقۋادارلىقى بىلەن تونۇلغان. ھەدىسشۇناس ھەم تەپسىرشۇناس ئىدى. ئۇنىڭ ئىلىم سورۇنلىرىغا ئىمام شافىئىي ھازىر بولۇپ، تەلىملىرىنى ئاڭلىغان. مەككىدە تۇغۇلۇپ، قاھىرەدە ۋاپات بولغان. مىسىردىكى مەشھۇر قەبرىستانلىق نەفىسەنىڭ نامى بىلەن ئاتالغان.

**النقشبندي (بهاء الدين محمد)**: (نەقشبەندى، باھائۇددىن مۇھەممەد) (ھ ?-791 / م ?-1389). بۇخارالىق نامى مەشھۇر تەرىقەتچى. جۇڭگو، ھىندىستان، ئوتتۇرا ئاسىيا، تۈركىيىگە تارقالغان نەقشبەندىيە تەرىقىتىنىڭ بەرپا قىلغۇچىسى. ئۇنىڭ قەبرىسى بۇخارادا. ئۇنىڭ "الأوراد البهائية" «ئەلئەۋرادۇل بەھائىيە» (باھائىيە ۋىردلىرى)، "سلك الأنوار" «سىلكۇل ئەنۋار» (نۇرلار تالاسى) نامىلىق كىتابلىرى بار.

**نهج البلاغة**: (نەھجۇل بالاغەت). خوجىزادە رىزانىڭ ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىبنىڭ سۆزلىرىدىن توپلىغان مەشھۇر كىتابى. ئۇنىڭغا ئىبنى ئەبۇلھەدىد، مەيسەم بەھرانى قاتارلىق نۇرغۇن كىشىلەر شەرھى يازغان

**نوح**: (نۇھ). نۇھ ئەلەيھىسسالام لامەكنىڭ ئوغلى بولۇپ، ئىنسانلارنىڭ بىرىنچى بوۋىسى ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى شىس ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىندۇر. نۇھ ئەلەيھىسسالام بۇتپەرەس بىر قوۋمغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلگەن. نۇھ ئەلەيھىسسالام قۇرئان كەرىمدە قىرىق ئۈچ ئورۇندا تىلغا ئېلىنىدۇ. نۇھ ئەلەيھىسسالام قوۋمى ئىچىدە 950 يىل تۇرۇپ ئۇلارنى ھەق دىنغا دەۋەت قىلغان. ئۇلار كۇفرىدا تېخىمۇ ئەزۋەيلىگەن. شۇنچە يىل ئىچىدە پەقەت سەكسەن نەپەر كىشىلا ئىمان ئېيتقان. نۇھ ئەلەيھىسسالام قوۋمىنىڭ ئىمان ئېيتىشىدىن ئۈمىدسىزلەنگەن ۋاقتىدا ئاللاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىپ، ئۇنى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر بىلەن بىر كېمىگە چىقىشقا بۇيرۇغان. توپان بالاسى بىلەن نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ قوۋمى پۈتۈنلەي ھالاك قىلىنغان. يەر يۈزىدە نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ كېمىسىدىكىلەردىن باشقا بىرمۇ تىرىك جان قالمىغان. شۇڭا، نۇھ ئەلەيھىسسالام ئىنسانلارنىڭ ئىككىنچى بوۋىسى دېيىلىدۇ. نۇھ ئەلەيھىسسالام توپان بالاسىدىن كېيىن بىر مەزگىل ياشاپ ئاندىن ۋاپات بولغان.

**النووي، يحيى بن شرف**: (نەۋەۋىي، يەھيا ئىبنى شەرەف) (ھ ?-676 / م ?-1277). فىقھشۇناس، ھەدىسشۇناس. سۈرىيىدىكى ناۋا شەھىرىدىن. ئۇنىڭ "رياض الصالحين" «رىيازۇسسالىھىن» (ياخشىلار باغچىسى) نامىلىق ھەدىسلەر توپلىمى ۋە "تهذيب الأسماء واللغات" «تەھزىبۇل ئەسما ۋەللۇغات» (ئىسىم ۋە سۆز ياساش) قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

**النُّوَيْرِيُّ، شهاب الدين أحمد بن عبد الوهاب**: (نۇۋەيرى، شىھابىددىن ئەھمەد ئىبنى ئابدۇلۋەھھاب) (ھ 677-733 / م 1278-1332). ئەدىب، مىسىر تارىخشۇناسى. ئۇنىڭ "نهاية الأرب في فنون الأدب" «نىھايەتۇل ئەرەب فى فۇنۇنىل ئەدەب» (ئەدەبىياتنىڭ تۈرلىرى توغرىسىدا) نامىلىق ئېنسىكلوپېدىيىسى بار.

# ھ

ھَاجَرُ: (ھاجەر). ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى. ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئانىسى. مىسىرلىق. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۇنى ۋە ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنى مەككىدىكى تاقىر چۆللۈكتە قويۇپ كەتكەن. شۇ يەردىن زەمزەم سۈيى ئېتىلىپ چىققان.

ھَاروت: (ھارۇت). مارۇتنىڭ ھەمراھى. بابىل زېمىنىغا چۈشۈرۈلگەن ئىككى پەرىشتىنىڭ بىرى.

ھارون: (ھارۇن). ھارۇن ئەلەيھىسسالام ئىمراننىڭ ئوغلى بولۇپ، نەسەبى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ. ئۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن ئۈچ يىل بۇرۇن تۇغۇلغان. ئاللاھ ھارۇننى قېرىندىشى مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە بەنى ئىسرائىل قەۋمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن. ھارۇن ئەلەيھىسسالام پاساھەتلىك سۆزلەيتتى. ئۇ مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىك دەۋىتىدە يېقىن ياردەمچىسى بولغان. ھارۇن ئەلەيھىسسالام بىر يۈز يىگىرمە ئىككى يىل ئۆمۈر كۆرۈپ، مۇسا ئەلەيھىسسالامدىن ئون بىر ئاي بۇرۇن، يەنى بەنى ئىسرائىل قەۋمى پەلەستىن زېمىنىغا كىرىشتىن ئىلگىرى سىنا چۆلىدە ۋاپات بولغان.

ھَارُونُ الرَّشيدُ: (ھارۇن رەشىد، ھارۇن ئىبنى مۇھەممەد مەھدى) (ھ 149 ـ 194 / م 766 ـ 809). ئابباسىيلار سۇلالىسىنىڭ بەشىنچى خەلىپىسى. ئۆز تەۋەلىكلىرىنى دىن ۋە دۇنيالىق ئىشلاردا ناھايىتى ياخشى باشقۇرغاچقا، مەملىكىتى راسا گۈللەپ ياشنىغان. ئۇ تۇسقا يېقىن بىر جايدا ۋاپات بولغان.

ھاشم بن عبد مناف: (ھاشىم ئىبنى ئابدۇماناف) (م 500 ـ 524). قۇرەيشلەرنىڭ ئاقساقىلى. ھاجىلارنى زەمزەم بىلەن تەمىنلەشكە مەسئۇل ئىدى. يازلىق ۋە قىشلىق تىجارەت كارۋانلىرىنى تۇنجى بولۇپ مۇشۇ كىشى يولغا قويغانىدى. بۇ كارۋان تۇنجى قېتىمدا ھەبەشىستان ۋە يەمەنگە، ئىككىنچى قېتىم شامغا سەپەر قىلغان. بەنى ھاشىم قەبىلىسى ياكى ھاشىمىيۇنلار مۇشۇ كىشىگە نىسبەت بېرىلىدۇ.

ھَامَانُ: (ھامان). پىرئەۋننىڭ ۋەزىرى. ئۇنىڭ نامى «قۇرئان كەرىم»دە تىلغا ئېلىنغان.

ھانِي، ابن ھانِي: (ھانى، ئىبنى ھانى، مۇھەممەد ئەندەلۇسى) (ھ 326 ـ 363 / م 937 ـ 973). ئەندەلۇسلۇق مەشھۇر شائىر. مىسىرغا كېتىۋاتقاندا بەرقەدە ئۆلتۈرۈلگەن.

ھُبَلْ: (ھۇبەل). كەئبىدىكى بىر بۇت. مەككە فەتھى قىلىنغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى چېقىپ تاشلىغان.

هَرَاة: (هىرات). ئافغانىستاننىڭ غەربىي شىمالىدىكى شەھەر. بۇ جاي ئوتتۇرا ئەسىرلەردە ئىسلام مەدەنىيەت مەركىزى بولغان.

هَرِم بن سِنان: (ھەرمى ئىبنى سىنان) (ھ ?ـ60 / م ?ـ680). جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئەرەب ئاقساقىلى. ئۇنىڭ سېخىيلىقى ئەرەبلەر ئارىسىدا تىللاردا داستان بولغان. شائىر زۇھەير ئۇنى كۆپ مەدھىيىلىگەن.

هشام بن عبد الملك: (ھىشام ئىبنى ئابدۇلمەلىك) (ھ 61ـ125 / م 690ـ743). ئۇمەۋىيلەر خەلىپىلىكىنىڭ ئونىنچى خەلىپىسى. ئۇنىڭ دەۋرىدە ئىسلامىي رايونلار كېڭەيگەن. دۆلەت گۈللىنىپ، ئىقتىساد راۋاجلانغان.

هِشَام، ابن هشام، جمال الدين عبد الله بن يوسف: (ھىشام ئىبنى ھىشام جامالۇددىن ئابدۇللاھ ئىبنى يۇسۇف) (ھ 709ـ762 / م 1309ـ1360). گرامماتىكىشۇناس. قاھىرەدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "مغني اللبيب" «مۇغنىللەبىب»، "شذور الذهب" «شۇزۇرۇززەھەب» (ئالتۇن دانىچىلىرى)، "قطر الندى وبل الصدى" «قەترۇننەدا ۋەبلۇسسەدا» (شەبنەم تامچىسى)، "الإعراب عن قواعد الإعراب" «ئەلئىئراب ئەن قەۋائىدىل ئىئراب» (ئەرەب تىلى گرامماتىكا قائىدىلىرى ھەققىدە بايان) ناملىق كىتابلىرى بار.

الهلال: (ئەلھىلال). ئەرەب تىلىدا نەشر قىلىنىدىغان ئايلىق ژۇرنال. ئۇنى جۇرجى زەيدان (ھ ?ـ1310 / م ?ـ1892) تەسىس قىلغان بولۇپ، ھازىرغىچە نەشر قىلىنىپ كېلىۋاتىدۇ.

هَمْدَانُ: (ھەمدان). 1. يەمەندىكى قەھتان قەبىلىسى. 2. يەمەن جۇمھۇرىيىتىدىكى بىر شەھەر. 3. ئىراننىڭ غەربىي قىسمىدىكى بىر شەھەر.

الهِنْدِيُّ، المحيط الهندي: (ھىندى، مۇھىيتۇل ھىندى). ھىندى ئوكيان. بۇ ئوكيان ئافرىقا، جەنۇبىي ئاسىيا، ئوكيانىيە ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان. ھىندىستاندىن باشلاپ جەنۇبىي قۇتۇپقىچە تۇتىشىدۇ.

هود: (ھۇد). ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى سامغا تۇتىشىدۇ. ھۇد ئەلەيھىسسالام قۇرئاندا يەتتە ئورۇندا تىلغا ئېلىنغان. قۇرئاندا مەخسۇس بىر سۈرە ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان. ئاللاھ ئۇنى ئاد قەۋمىگە پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن. ئاد قەۋمى بۇتپەرەس بولۇپ، تۇرمۇشى باياشات، پاراۋان ئۆتكەن. ھۇد ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا، ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشقا دەۋەت قىلغان. ئەمما، ئۇلار ئىمان ئېيتىشتىن باش تارتقان. ھۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى بىلەن ئۇلار قەھەتچىلىككە دۇچار قىلىنغان. ئاندىن يەتتە كېچە-كۈندۈز توختىماي چىققان بورانىدا ھالاك قىلىنغان. ھۇد ئەلەيھىسسالام ئاد قەبىلىسى ھالاك قىلىنغاندىن كېيىن ۋاپات بولغانغا قەدەر ھەزرەمەۋت زېمىنىدا تۇرغان. ۋاپات بولغاندا ھەزرەمەۋتنىڭ شەرقىگە دەپنە قىلىنغان.

الهَيْثَم، ابن الهيثم، أبو علي الحسن: (ھەيسەم، ئىبنى ھەيسەم، ئەبۇ ئەلى ھەسەن) (ھ 354ـ431 / م 965ـ1039). ماتېماتىكىشۇناس. فىزىكىشۇناس، ئاسترونوم ۋە ئوپتىكىشۇناس. "علم المناظر" «ئىلمۇل مەنازىر»، "مقالة في الضوء" (نۇر ئىلمى) ناملىق ئەسەرلەر ئۇنىڭ ئەڭ مۇھىم ئەسەرلىرىدىندۇر.

الهيثمي (نور الدين علسي) : (ھەيسەمى، نۇرۇددىن ئەلى) (ھ ؟ ـ 807 / م ؟ ـ 1405). مۇھەددىس. قاھىرەدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "موارد الظمآن" «مەۋارىدۇززەمئان» (تەشنالار بۇلىقى)، "مجمع الزوائد ومنبع الفوائد" «مەجمەئۇززەۋائىد ۋە مەنبەئۇل فەۋائىد» (پايدىلار مەنبەسى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

هَيكَل، محمد حسين: (ھەيكەل، مۇھەممەد ھۈسەين) (ھ 1306 ـ 1376 / م 1888 ـ 1956). مىسىرلىق سىياسىيون، ئەدىب. ئۇنىڭ "حياة محمد" «ھەياتۇ مۇھەممەد» (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتى)، "ثورة الأدب" «سەۋرەتۇل ئەدەب» (ئەدەبىيات ئىنقىلابى) ناملىق ئەسەرلىرى بار. ئۇنىڭ ھىجرىيە 1332 ـ يىلى (مىلادىيە 1914 ـ يىلى) يازغان "زينب" «زەينەب» ناملىق رومانى ئەرەب رومانچىلىقىنىڭ باشلىنىشى بوپقالغان. نۇرغۇن قېتىم مائارىپ مىنىستىرلىق ۋەزىپىسىنى ئۆتىگەن، شۇنداقلا پارلامېنت باشلىقى ۋە ئەركىن دېموكراتلار پارتىيىسىنىڭ رەئىسى بولغان.

# و

الوأواء الدمشقي: أبو الفرج محمد بن أحمد (ۋەئۋەئۇد دەمەشقى، ئەبۇلفەرەج مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد) (ھ ؟-385 / م ؟-995). شائىر، دەمەشقتە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ بىر شېئىرلار توپلىمى بار.

الواحدي (أبو الحسن علي): (ۋاھىدى، ئەبۇلھەسەن ئەلى) (ھ ؟-468 / م ؟-1076). نىيشاپۇرلۇق مۇپەسسىر ۋە تىلشۇناس. ئۇنىڭ "الوجيز" «ئەلۋەجىز» (قۇرئاننىڭ قىسقىچە تەپسىرى)، "شرح ديوان المتنبي" «شەرھى دىۋانىل مۇتەنەببى» (مۇتەنەببى شېئىرلار توپلىمىغا شەرھ) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

وادي القرى: (ۋادىل قۇرا). ھىجاز زېمىنىدىكى ئەلا بىلەن مەدىنە ئارىسىغا جايلاشقان ئويمانلىق. بۇ يەردە ھىجرى ۋە بەنى سەمۇد قوۋملىرىنىڭ خارابىلىقى بار.

واسِطُ: (ۋاسىت). ئىراقنىڭ شەرقىي جەنۇبىدىكى تارىخىي شەھەر. ئۇنى ھەججاج ئىبنى يۇسۇف سەقەفى ھىجرىيە 83-يىلى (م 702) بىنا قىلغان.

واصل بن عطاء: (ۋاسىل ئىبنى ئەتا، ئەبۇ ھۇزەيفە) (ھ ؟-131 / م ؟-748). مۇئتەزىلە پىكىر ئېقىمىدىكى پەيلاسوپ. مەدىنىدە تۇغۇلۇپ، بەسرەدە ئولتۇراقلاشقان. ئۇنىڭ "معاني القرآن" «مەئانىل قۇرئان» (قۇرئان مەنىلىرى)، "المنزلة بين المنزلتين" «ئەلمەنزىلەتۇ بەينەلمەنزىلەتەين» (ئىككى مەنزىل ئارىسىدىكى مەنزىل)، "الخطب في التوحيد والعدل" «ئەلخۇتەب فىتتەۋھىد ۋەلئەدل» (تەۋھىد ۋە ئادالەت توغرىسىدىكى نۇتۇقلار) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

الوافي بالوفيات: (ۋافىي بىلۋەفىيات) (ھ ؟-765 / م ؟-1363). سالاھۇددىن سەفدى تۈزگەن تەرجىمىھال لۇغىتى. ئۇنىڭغا ئون تۆت مىڭ ئەتراپىدا نام-ئىسىم كىرگۈزۈلگەن.

الوَاقِدِيُّ، محمد بن عمر: (ۋاقىدى، مۇھەممەد ئىبنى ئۇمەر) (ھ 130-207 / م 747-822). تارىخشۇناس. مەدىنىدە تۇغۇلۇپ، باغدادتا ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "المغازي" «ئەلمەغازى» (غازاتلار)، "فتوح الشام" «فۇتۇھۇ شام» (شامنىڭ فەتھى قىلىنىشى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

والبَةُ بن الحُباب: (ۋالىبەتۇ ئىبنى ھۇباب) (ھ ؟-170 / م ؟-786). كۇفىدە تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. شائىر ئەبۇ نۇۋاسنىڭ ئۇستازى. لىرىك شائىر. چىپچەنلىكى ۋە تەلۋىلىكى بىلەن مەشھۇر بولغان.

الوَرْدِيُّ، ابن الوردي: (ۋەردى، ئىبنى ۋەردى، زەينۇددىن ئىبنى مۇزەففەر) (ھ 689-749 / م 1290-1348). سۇرىيىلىك شائىر، تارىخشۇناس، ئەدىب. ئۇنىڭ ئىبنى ۋەردى تارىخى دەپ تونۇلغان "تتمة المختصر في تاريخ أخبار البشر" «تەتىممەتۇل مۇختەسەر فى

تارىخى ئەخبارىل بەشەر» (ئىنسانلارنىڭ قىسقىچە تارىخى) ناملىق ئەسىرى بار.

وَرَقَةُ بن نَوفَل بن أسد: (ۋەرەقەتۇ ئىبنى نەۋفەل، ئىبنى ئەسەد) (م ؟ـ 611). جاھىلىيەت دەۋرىدىكى مەشھۇر دانىشمەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى خەدىچە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ تاغىسىنىڭ ئوغلى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر بولىدىغانلىقىدىن ئالدىن بىشارەت بەرگەن.

الوزير، ابن الوزير، محمد بن إبراهيم، أبو عبد الله عز الدين: (ۋەزىر، ئىبنى ۋەزىر، مۇھەممەد ئىبنى ئىبراھىم، ئەبۇ ئابدۇللاھ ئىززۇددىن) (ھ ؟ـ 840 / م ؟ـ 1436). يەمەنلىك كالامشۇناس ۋە فىقھشۇناس. زەيدىيە مەزھىپىدە. ئۇنىڭ "إيثار الحق على الخلق" «ئىيسارۇل ھەق ئەلەل خەلق» ناملىق ئەسىرى بار.

الوَشَّاء، محمد بن أحمد، أبو الطيب: (ۋەششائ، مۇھەممەد ئىبنى ئەھمەد، ئەبۇ تەييىب) (ھ ؟ـ 325 / م ؟ـ 937). باغدادلىق شائىر ھەم تىلشۇناس ئەدىب. ئۇنىڭ "المُوَشَّى في الظرف والظرفاء" «ئەلمۇۋەششا فى زەرفى ۋە زۇرەفا» ۋە "زهر الرياض" «زەھرۇرىياز» ناملىق ئەسىرى بار.

الوطواط (رشيد الدين) : (ۋەتۋات، رەشىيدۇددىن) (ھ ؟ـ 572 / م ؟ـ 1177). ئىرانلىق شائىر، ئەدىب. ئۇ پارس ۋە ئەرەب تىلىدا شېئىر يازغان. ئۇنىڭ "مجموعة رسائل" «مەجمۇئەتۇ رەسائىل» (ماقالىلەر توپلىمى) ناملىق ئەسىرى بار.

وَفَيَاتُ الأَعْيَانِ وأنباء أبناء الزمان: (ۋەفياتۇل ئەئيان ۋە ئەنبائۇ ئەبنائۇززامان). ئىبنى خەللىكان تۈزگەن تەرجىمھال كىتاب. ئۇ بۇ كىتابتا يەتتە يۈز قىرىق ئالتە مەشھۇر كىشىنىڭ تەرجىمھالىدىن ئۇچۇر بەرگەن.

الوَقَائِعُ المِصريَّة: (ۋەقائىئۇلمىسرىيە). ئەرەبلەردە ئەڭ تۇنجى بولۇپ نەشر قىلىنغان گېزىت. ئۇنى ھىجرىيە 1244 (م 1828)ـ يىلى مۇھەممەد ئىبنى ئەلى تەسىس قىلغان. بۇ گېزىتنىڭ باش مۇھەررىرلىك ۋەزىپىسىنى رىفائە تەھتاۋىي، ھەسەن ئەتتار، ئەھمەد پارىس شىدياق ۋە مۇھەممەد ئابدۇلار ئۆتىگەن. بۇ گېزىت تا ھازىرغىچە رەسمىي يۇسۇندا نەشر قىلىنىپ كەلمەكتە.

وكيع بن الجراح أبو سفيان الكوفي: (ۋەكىيئ ئىبنى جەرراھ). ئىمام ئەزەمنىڭ شاگىرتى، ئۇ مۇھەددىس ئىمام ئەبۇ يۇسۇف، ئىمام زۇفەرلەردىن ھەدىس ئۆگەنگەن. ئابدۇللاھ ئىبنى مۇبارەك، يەھيا ئىبنى ئەكسەم، ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل، يەھيا ئىبنى مەئىنلار بۇ زاتتىن ھەدىس رىۋايەت قىلغان. بۇ زات تەبئىي تابىئىنلارنىڭ چوڭلىرىدىن ئىدى.

الوليد بن عبد الملك: (ۋەلىد ئىبنى ئابدۇلمەلىك) (ھ 48ـ 96 / م 668ـ 715). دەمەشقتىكى ئۇمەۋىيلار سۇلالىسىنىڭ ئالتىنچى خەلىپىسى. ئۇنىڭ دەۋرىدە دۆلەت زېمىنى كېڭەيگەن. دەمەشقتىكى ئۇمەۋىي جامەسىنى مۇشۇ كىشى بىنا قىلدۇرغان.

وهب بن منبه: (ۋەھب ئىبنى مۇنەببەھ) (ھ ؟ـ 114 / م ؟ـ 732). تابىئىنلاردىن بولغان تارىخشۇناس. ئۇ بۇرۇنقى كىشىلەر ۋە پەيغەمبەرلەر ھەققىدىكى مەلۇماتنى ئارقىلىق داڭق چىقارغان. ئۇ يەمەننىڭ سەنئادا تۇغۇلۇپ، شۇ يەردە ۋاپات بولغان. ئۇنىڭ "التيجان في ملوك حمير" «تىيجان فى مۇلۇكى ھىمىيەر» (ھىمىيەر پادىشاھلىرى توغرىسىدا) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

# ي

اليازجي، إبراهيم بن ناصيف: (يازجى، ئىبراهىم ئىبنى ناسىف) (ھ 1264 ـ 1324 / م 1847 ـ 1906). لىۋانلىق. ئۇ ھازىرقى زامان ئەدەبىياتىدىكى كۆزگە كۆرۈنگەن ئەدىب ۋە مۇتەپەككۇر، تىلشۇناس، ژۇرنالىست. ئۇنىڭ "نجعة الرائد و شرعة الوارد في المترادف و المتوارد" «نەجئەتۇررائىد ۋە شىرئەتۇل ۋارىد فىل مۇتەرادىپ ۋەلمۇتەۋارىد» (مەنىداش سۆزلەر لۇغىتى) قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

أليازجي الشيخ ناصف بن عبدالله: (يازجى، شەيخ ناسىف ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ 1215 ـ 1288 / م 1800 ـ 1871). ئۇ لىۋاننىڭ كۇفرى شىما دېگەن يېرىدە تۇغۇلغان. تىلشۇناس، شائىر. ئۇنىڭ گرامماتىكا ھەققىدە يازغان "طوق الحمامة" «تەۋقۇل ھەمامە»، "مجمع البحرين" «مەجمەئۇل بەھرەيىن» ناملىق لۇغەت كىتابى، "العرف الطيب في شرح ديوان أبي الطيب" «ئەلئۇرفۇتتەييىب فى شەرھى دىۋانى ئەبى تەييىب» (مۇتەنەببىي دىۋانىنىڭ شەرھى) ناملىق ئەسەرلىرى بار.

يَاقُوتُ الحَمَوِيُّ، ياقوت بن عبد الله: (ياقۇت ھەمەۋىي، ياقۇت ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ 583 ـ 627 / م 1178 ـ 1229). رۇملۇق. جۇغراپىيە ئالىمى، تارىخشۇناس. ئۇنىڭ ئەڭ ئاساسلىق ئەسەرلىرىدىن "معجم البلدان" «مۇئجەمۇل بۇلدان» (جۇغراپىيە ئېنسىكلوپېدىيىسى)، "معجم الأدباء" «مۇئجەمۇل ئۇدەبا» (ئەدىبلەر تەرجىمىھالى) نامىدا تونۇلغان "إرشاد الأريب إلى معرفة الأديب" «ئىرشادۇل ئەرىب ئىلا مەئرىفەتىل ئەدىب» قاتارلىق ئەسەرلىرى بار.

يتيمة الدّهر: (يەتىمەتۇددەھرى). ئەبۇ مەنسۇر سەئالىبى تۈزگەن تەرجىمىھال كىتاب. ئۇنىڭدا ھىجرىيە بەشىنچى ئەسىردە ئۆتكەن شائىرلارنىڭ تەرجىمىھالى ۋە ئۇلارنىڭ شېئىرلىرى بېرىلگەن.

يثرب: (يەسرىب). مەدىنىنىڭ ھىجرەت (مىلادىيە 622 ـ يىلى) دىن بۇرۇنقى ئاتىلىشى.

يحي بن أكثم: (يەھيا ئىبنى ئەكسەم) (ھ ؟ ـ 242 / م ؟ ـ 857). چوڭ فەقىھ. خۇراساننىڭ مەرۋى دېگەن يېرىدە تۇغۇلغان. مەئمۇننىڭ دەۋرىدە باغدادتا قازىكالانلىق ۋەزىپىسىنى ئۆتىگەن. مۇتىۋەككىل ئۇنى قازىلىقتىن قالدۇرغان.

يحي بن أكثم القاضي: (يەھيا ئىبنى ئەكسەمۇل قازى). مەشھۇر ئالىم. ئىمام بۇخارى، تىرمىزىلەر بۇ زاتتىن ھەدىس رىۋايەت قىلغان. بۇ زات يىگىرمە يېشىدىلا بەسرەنىڭ قازىسى بولغان. بەسرە ئاھالىسى ئۇنىڭدىن: «قازى ئاخۇنۇمنىڭ يېشى قانچىلەردە باردۇ؟» دەپ سورىغاندا، ئۇلارنىڭ ئۆزىنى كىچىك چاغلاۋاتقىنىنى پەملەپ: «مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەمەنگە قازى قىلىپ تەيىنلىگەن مۇئاز ئىبنى جەبەلدىن چوڭمەن» دېگەن.

يحي بن زكريا كوفي: (يەھيا ئىبنى زەكەرىيا كوفى) (ھ 737ـ798 / م 119ـ182). كوفىلىق ئالىم. مەدائىندا ۋاپات بولغان. تەھاۋىينىڭ ئېيتىشىچە، ئىمام ئەزەم (ئەبۇ ھەنىفە) نىڭ قىرىق نەپەر شاگىرتى كىتاب يازغان بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئىمام ئەبۇ يۇسۇف، ئىمام مۇھەممەد، ئىمام زۇفەر، داۋۇد تائىي، ئەسەد ئىبنى ئەمىر، يۇسۇف ئىبنى خالىد ۋە يەھيا ئىبنى زەكەرىيالار ئالدىنقى قاتاردىكى ئون كىشىنىڭ ئىچىدە تۇرىدۇ.

يحي بن يعمر الوشقي الأوداني (أبو سليمان): (يەھيا ئىبنى يەئمەرىل ۋەشەقىل ئەۋدانى، ئەبۇ سۇلەيمان) (ھ ?ـ129 / م ?ـ746). بۇ زاتنىڭ بىرىنچى بولۇپ چېكىت قويۇپ چىققان قۇرئان كەرىم نۇسخىسى ئالىم ئىبنى سىيرىيىننىڭ يېنىدا ساقلانغان. تابىئىنلاردىن بولۇپ، خۇراساندا يەزىد ئىبنىل مۇھەللەبكە كاتىپ بولغان. قۇتەيبە ئىبنى مۇسلىم تەرىپىدىن رەي شەھىرىگە قازىلىققا تەيىنلەنگەن.

يزيدُ بن مُعاوِيَة: (يەزىد ئىبنى مۇئاۋىيە) (ھ 25ـ64 / م 645ـ683). شامدىكى ئۇمەۋىيلار سۇلالىسىنىڭ ئىككىنچى خەلىپىسى. قۇستەنتىنىيە فەتھىسىگە قوماندانلىق قىلغان. ئۇنىڭ دەۋرىدە شىمالىي ئافرىقىنى فەتھى قىلىش ھەرىكىتى جانلانغان. ھىجرىيە 61ـ يىلى (مىلادىيە 680ـيىلى) ئۇنىڭ ئادەملىرى ھۈسەيىن ئىبنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن.

يَعْرُبُ بن قَحْطَان: (يەئرەب ئىبنى قەھتان). يەمەندىكى ھىميەر پادىشاھلىرىنىڭ بوۋىسى. ئۇ ئەرەب تىلىدا سۆزلىگەن كىشىنىڭ تۇنجىسى دېيىلىدۇ.

يَعقوب: (يەئقۇب). يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىسھاق ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسلىدىندۇر. تەۋراتتا يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ئىسرائىل دەپ ئاتالغان. بۇ ئىبرانچە سۆز بولۇپ، ئاللاھنىڭ بەندىسى دېگەن مەنىدە. تارىخچىلارنىڭ ئېيتىشىچە، يەئقۇب ئەلەيھىسسالام پەلەستىندە تۇغۇلغان. بىر قېتىم يەئقۇب ئەلەيھىسسالام چۈشىدە پەرىشتىلەرنىڭ ئاسمانغا چىقىپ چۈشۈۋاتقانلىقىنى، ھەمدە ئاللاھنىڭ ئۇنىڭغا: «مەن ساڭا بەرىكەت ئاتا قىلىمەن، نەسلىڭنى كۆپەيتىمەن، بۇ زېمىننى ساڭا ۋە سەندىن كېيىنكى ئەۋلادلىرىڭغا بېرىمەن» دەۋاتقانلىقىنى كۆردى. بۇ خۇش بېشارەت چۈشتىن كېيىن ئۇ ئاللاھ ئۈچۈن بىر ئىبادەتخانا سېلىشنى ئۆستىگە ئالدى. بۇ جاي بەيتۇللاھ دەپ ئاتالدى. مانا بۇ يەئقۇب ئەلەيھىسسالام بىنا قىلغان بەيتۇلمۇقەددەستۇر. يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئون ئىككى ئوغلى بولۇپ، بەنى ئىسرائىل قوۋمىنىڭ ئون ئىككى قەبىلىسى مۇشۇ ئوغۇللاردىن كېلىپ چىققان. يەئقۇب ئەلەيھىسسالام ئوغلى يۇسۇف ئەلەيھىسسالام بىلەن جەم بولغاندىن كېيىن، مىسىردا بىر يۈز قىرىق يەتتە يېشىدا ۋاپات بولغان. يۇسۇف ئەلەيھىسسالام ئاتىسىنىڭ ۋەسىيىتى بويىچە ئۇنى پەلەستىنگە ئېلىپ بېرىپ ئىسھاق ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا دەپنە قىلغان.

اليعقوبي، أحمد بن واضح: (يەئقۇبى، ئەھمەد ئىبنى ۋازىھ) (ھ ?ـ284 / م ?ـ897). باغدادلىق تارىخشۇناس، جۇغراپىيە ئالىمى، ئېكسپېدىتسىيىچى. ئۇنىڭ "تاريخ اليعقوبي" «تارىيخۇل يەئقۇبىي»، "كتاب البلدان" «كىتابۇل بۇلدان» ناملىق ئەسەرلىرى بار.

يعيش، ابن يعيش، أبو البقاء يعيش بن علي:

(يەئىش، ئىبنى يەئىش، ئەبۇ بەقا، يەئىش ئىبنــــى ئەلـــى) (ھ 557 ـ 652 / م 1161 ـ 1254). ھەلەبلىك گرامماتىكشۇناس. ئۇنىڭ زەمەخشەرىينىڭ كىتابىغا يازغان "شرح المفصل" «شەرھى مۇفەسسەل» ۋە ئىبنى جۇنەينىڭ كىتابىغا يازغان "شــرح التــصريف الملــوكي" «شــەرھى تەســرىفىل مۇلــۇكى» نــاملىق ئەسەرلىرى بار.

يَكَنْ، وَلِيُّ الدّين: (يەكەن، ۋەلىيۇددىن) (ھ 1290 ـ 1340 / م 1873 ـ 1921). مىسىرلىق ئەدىب. تۈرك مىللىتىدىن. يېڭى دەۋر ئەرەب ئەدەبىياتى تۆھپىكارى. ئۇ «ئىستىقامەت» گېزىتىنى تەسىس قىلغان. بىر توپلىمى ۋە نۇرغۇن كىتابلىرى بار.

يَهُودِيَّـــةٌ، اليهوديـــة: (يەھـۇدىيەت، ئەلىيەھۇدىيەت). يەھۇدى دىنى. بۇ دىن مۇسا ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق ئىبرانىيلار ئارىسىدا تارقالغان.

يُوسُفُ: (يۇسۇف). يۇسۇف ئەلەيھىسسالام يەئقۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى. نەسەبى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ. يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى قۇرئان كەرىمدە يىگىرمە ئالتە ئورۇندا تىلغا ئېلىنغان. يۇسۇف ئەلەيھىســـــسالام بەنــــى ئىـــــسرائىل پەيغەمبەرلىرىنىڭ مەشھۇرلىرىدىندۇر. ئۇ يۇسۇف سىددىق (راستچىل يۇسۇف) دەپ تەرىپلەنگەن. قۇرئاندا مەخسۇس بىر سۈرە ئۇنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان. ئۇنىڭدا يۇسۇف ئەلەيھىسسالامنىڭ كىچىكىدە كۆرگەن چۈشى، قېرىنداشلىرىنىڭ ھەسەتخورلۇقتىن ئۇنىڭغا سۇيىقەســـت قىلغـــانلىقى، مىـــسىردىكى رىيازەتلىـــك كەچمىـــشلىرى، پادىـــشاھنىڭ كـــۆرگەن چۈشـــىگە تـــوغرا تەبىـــر بېرىـــپ، زىندانـــدىن قۇتۇلـــۇپ، دۆلەت ئىـــشلىرىنى باشقۇرۇشقا تەيىنلىنىشى، كىچىكىدە كۆرگەن چۈشىنىڭ راستقا ئايلىنىپ كاتتا ئورۇنغا ئىگە بولغانلىقى قاتارلىق ئەھۋاللار بايان قىلىنغان. يۇسۇف ئەلەيھىسسالام بىر يۈز ئون يىل ئۆمۈر كـۆرگەن. ئـۇ مىـسىردا ھـاكىمىيەت بېـشىدا تـۇرۇپ ۋاپـات بولغـان ۋە مىـسىرغا دەپـنە قىلىنغـان. ئىشەنچلىك رىۋايەتكە قارىغانـدا، مۇسـا ئەلەيھىسـسالامنىڭ دەۋرىـدە يۇسـۇف ئەلەيھىســـــسالامنىڭ جەســـتى مىـــسىردىن يۆتكىلىپ، نابۇلۇسقا دەپنە قىلىنغان.

يُوسُــفُ بــن تَاشــفِين: (يۇسۇف ئىبنى تاشــفىن) (ھ 410 ـ 500 / م 1019 ـ 1106). مورابىتىين شاھلىرىنىڭ ئەڭ چوڭى. ماراكەش شـەھىرىنى بىنـا قىلغـان. زەللاقەت ئۇرۇشـىدا ئىسپان پادىشاھى ئۈستىدىن غەلىبە قىلغان.

يوسف بن قزار محمد بن عبدالله: (يۇسۇف ئىبنى قەززار مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ) (ھ 581 ـ 654 / م 1186 ـ 1256). ھـــــاپىز ئەبـۇلفەرەج ئىبنـــى جەۋزىنىـــڭ نەۋرىـــسى. فەقىـــھ، تارىخـــشۇناس ئـــالىم. كـــۆپلىگەن ئەسـەرلەرنى يازغـان. "شــرح جــامع الكبيــر" «شەرھى جـامىئۇل كەبىـر»، "إيثار الإنـصاف" «ئىيسارۇل ئىنساق» يىگىرمە توققۇز جىلدلىق قۇرئـــــان تەپـــــسىرى، رەســــۇلۇللاھنىڭ تەرجىمھـالى ھەققىـدە "منتـــهى الـــصواب" «مۇنتەھەســـسەۋاب»، ھەدىـــسكە ئائىـــت "اللوامـــع" «ئەللەۋامىئ»، قىرىـق جىلـدلىق تـارىخ "مرآة الزمان" «مىرئاتۇززامـان» (زامـان ئەينىكى) ناملىق كىتابلارنى يازغان.

يُـــــــونُس: (يۇنـــۇس). يۇنـــۇس ئەلەيھىســــــسالامنىڭ نەســــەبى يەئقـــۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى بۇنيامىنغا تۇتىشىدۇ. ئۇنىڭ ئىسمى قۇرئان كەرىمدە تـۆت ئورۇنـدا تىلغا ئېلىنغان. ئاللاھتائالا ئۇنى ئىراقتىكى

نىنەۋەي دېگەن جايغا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەن. نىنەۋەي ئاھالىسى بۇتپەرەس بولۇپ، يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلمىغان. بۇنىڭدىن ئۈمىدسىزلەنگەن يۇنۇس ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ رۇخسىتىسىز يۇرتنى تاشلاپ چىقىپ كەتكەن. ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن يۇنۇس ئەلەيھىسسالام چىققان كېمە قاتتىق دولقۇنغا دۇچ كېلىپ، كېمىدىن ئادەم تاشلاش چېكى يۇنۇس ئەلەيھىسسالامغا چىققان ۋە دېڭىزغا تاشلانغاندا چوڭ بىر بېلىق يۇتۇۋەتكەن. ئۇ بېلىقنىڭ قارنىدا تۇرۇپ، ئۆز خاتالىقلىرىغا پۇشايمان قىلىپ، تەۋبە ئىستىغپار ئېيتقان. ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن بېلىق يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنى قىرغاققا ئاتقان. يۇنۇس ئەلەيھىسسالام قىلغانلىرىغا تەۋبە قىلىپ، نىنەۋەي ئاھالىسىگە قايتىپ كېلىپ، قايتىدىن ئەمرىمەرۇپنى باشلىغان.

يُونُس بن حبيب الضبي: (يۇنۇس ئىبنى ھەبىب زەببى) (ھ 92ـ182 / م 710ـ798). بەسرەلىك تۇنجى ئەۋلاد گراماتىكشۇناس ۋە شۇ پەننىڭ بايراقدارى. ئۇنىڭ "القياس في النحو" «ئەلقىياس فىننەھۋى» (گراماتىكا ھەققىدە پەرەز)، "معاني القرآن" «مەئانىل قۇرئان» (قۇرئاننىڭ مەنىلىرى) ناملىق ئەسەرلىرى بار

# ملحقات

(قوشۇمچە)

لۇغەتتە مىسال ئۈچۈن بېرىلگەن شېئىرىي مىسرالارنىڭ تولۇق تېكىستلىرى

# الدر المنضد من قصائد الوالد والولد

آثرت أن أقدم هذه المجموعة الشعرية بين يدي القراء ليروا كيف اجتمع للوالد والولد عناصر الجدة والابتداع في الأدب العربي في بيئة غير عربية فمن الأسف أن يد الضياع قد عبثت بقدر غير يسير من القصائد فبقيت ما تضم المجموعة من قصائد الوالد والولد فسميتها: **"الدر المنضد من قصائد الوالد والولد"**

# قصائد الوالد [1]

[1] هو الأستاذ العلامة الشيخ الحاج صالح داملام من مواليد كاشغر عام 1313 هـــ 1895 م. تتلمذ على كبار العلماء في عصره في مصره فصار عالما ضليعا متفننا في الفضائل العلميـــة إذ أثـــير موضوع علمي ديني جرى كالسيل, أن ثقافته الواسعة العميقة كانت نتيجة لتتلمذه على أســاتذة أجلاء اشتهر منذ نشأ بعلو الهمة وصدق العزيمة كان له منهج مبتكر في تعليم العلوم العربية يؤمهـــا طلبة العلم من الأطراف كما كان له مترلة علمية عالية وشهرة واسعة في البلاد. أحبه علماء العصر وأقروا له بالفضل فاجتمعوا على توليته القضاء فعين قاضي القضاة سنة 1946 م فنهض به خـــير نهوض فكان مثال التراهة والاستقامة في قضائه فكان له اتجاها ساميا في تزكيـــة النفـــس وتهذيـــب الأخلاق مثابرا على الأمر بالمعروف والنهي عن المنكر. كان حافظا للقرآن الكريم مجـــودا لحروفـــه كثير التلاوة له توفي إلى رحمة الله تعالى سنة 1377 هـــ 1957م.

من مؤلفاته:

1. "تراجم رجال الحديث"
2. "الخطب المنبرية"
3. "منهاج التعليم"
4. "عقد المرجان في نظم العنوان"
5. "عنوان الصرف"
6. "تجويد القرآن"

## قصيدة مشتملة على مدح تأسيس الجمعية الإسلامية في الصين أنشدها الأستاذ الأديب الحاج صالح داملام حين اشترك في مجلس التأسيس

### بشرى لنا

بـــشرى لنـــا أســـست جمعيـــة كـــبرت — جمعيـــة الـــدين يعـــني ديـــن إســـلام

نجيـــب دعوتهـــا طـــرا بتكرمـــة — ونفتـــديها بـــأرواح وأجـــسام

لهـــا محاســـن غـــر جـــل موقعهـــا — وسرنـــا شرفـــا تـــشكيلها الـــسامي

أعـــضائها انتخبـــت مـــن معـــشر غـــرر — أفاضـــل علـــماء العـــصر أعـــلام

أكـــرم بجمعيـــة ميمونـــة شرفـــت — جلـــت مناقبهـــا عـــن زبـــر[1] أقـــلام

عـــم الـــورى صـــيت ذكريهـــا فأطربهـــم — وألهـــم الطيـــب فيهـــم أي إلهـــام

فمـــن نتائجهـــا دار العلـــوم لهـــا — شـــأن كبـــير ســـيبدو بعـــد أعـــوام

لهـــا تلاميـــذ ربتهـــا بتربيـــة — دينيـــة ذات حـــدس[2] طـــول أيـــام

جمعيـــة لم تـــشكل قبـــل ذالـــك في — بلادنـــا يـــا لهـــا مـــن فـــضل انعـــام

ونحـــن نأمـــل في إجـــراء عنعنـــة ال — إســـلام إســـعادها مـــع ســـعيها النامـــي

نرجـــو قيـــادة أحـــزاب لهـــا أبـــدا — مـــن لطـــف رب الـــورى للغيـــب عـــلام

وتلـــك جمعيـــة الإســـلام طيبـــة — جليلـــة ذات تـــشريف و إكـــرام

أنـــشدت نظـــما أهنيهـــا أخـــا عجـــل — يـــا أهـــل فـــضل أقيلـــوا بعـــض إبهـــام

بۇ شېئىر ئۇستاز، ئەدىب سالىھ داموللا ھاجىمنىڭ جۇڭگو ئىسلام جەمئىيىتى قۇرۇلغانلىقى مۇناسىۋىتى بىلەن يازغان شېئىرى.

ئاساسىي مەزمۇنى:

جۇڭگو ئىسلام جەمئىيىتىنى تەسىس قىلىشقا تەييارلىق كۆرۈش ھەيئىتىگە ئۇستاز، ئەدىب سالىھ داموللا ھاجىمۇ قاتناشقانىدى. رەسمىي ئېچىلىش مۇراسىمىدا داموللا ھاجىم يۇقىرىقى شېئىرنى يېزىپ ئوقۇپ، يىغىن قاتناشقۇچىلىرىنىڭ بىردەك ئالقىشىغا ئېرىشتى.

داموللا ھاجىم بۇ شېئىردا، جۇڭگو ئىسلام جەمئىيىتى قۇرۇلۇپ، ھەممىنى خۇشاللىققا چۆمدۈرگەنلىكى، ئىسلام جەمئىيىتى ئەزالىرىنىڭ ئىلىمزدىكى داڭدار ئۆلىمالاردىن تەركىب تاپقانلىقى، ئۇلارنىڭ ۋەكىللىك خاراكتېرىنىڭ كەڭلىكى، جەمئىيەتنىڭ چاقىرىقىغا بىردەك ئاۋاز قوشۇپ، كۆز ئالدىمىزدىكى ۋەزىپىلەرنى جان-دىلىمىز بىلەن ئورۇنلاشنىڭ زۆرۈرلۈكى، ئىسلام

[1] زبر: كتابة

[2] حدس: الفراسة

جەمئىيىتىنىڭ يېتەكچىلىكىدە ئىسلام ئىنستىتۇتى قۇرۇلۇپ، ۋەتەنپەرۋەر دىنىي ئىزباسارلارنى يېتىشتۈرۈشنىڭ كاپالەتكە ئىگە قىلىنغانلىقى قاتارلىقلار ئۈستىدە توختالغان.

## قال الأستاذ الأديب مؤرخا في بناء الجامع الكبير الكائن بآرتوج من مضافات بلدة كاشغر

## الجامع الميمون

لك الحمد يا ذا العرش خالق أكوان — على مافرغنا عنه من شيد بنيان

حمى طاعة لله بقعة قريبة — منارة اسلام وعلم وعرفان

مصلى سبى لما تبدى نهى الورى — برفعة حيطان وزينة ميدان

محل تجلى الله بالفيض والهدى — مقام يؤدي فيه أفضل أركان

أنيق[1] بديع حاز كل محاسن — وليس له في سبق ما حازه ثاني

هو الجامع الميمون[2] اسس محكما — رفيعا على تقوى الإله ورضوان

حكى جنة خضراء ذات نضارة[3] — اريجتها[4] فاحت كمسك وريحان

فلا غرو لو آرتوج خير أماكن — به في القرى كانت وابهج أوطان

عفا الله عمن انفقوا لبنائه — عقائل[5] أموال وأطيب أثمان

وأرضاهم بالفوز طرا بجنة — وأكرمهم فيها بحور وغلمان

فهم أنفقوا مما تحبون قاصدى — مبرة إحسان وفضل وغفران

وسنوا بهذا سنة ذات بهجة — ففازوا من الباري بأضعاف إحسان

بنى الله بيتا في الجنان منورا — لمن كان يبني مسجدا غير منان

الا فاتقوا ثم اتقوا في صلاتكم — إلهكم يا أهل يمن وإيمان

وكونوا إليه تائبين فإنه — يتوب عليكم إن بليتم بعصيان

وإن تسمعوا صوت الأذان فسارعوا — فلا جاز تاخير لسامع إعلان

وراعوا مواقيت الصلاة وحافظوا — عليها بإسباغ الوضوء وإتقان

---

[1] أنيق: حسن، معجب

[2] الميمون: المبارك

[3] نضارة: حسن، جمال

[4] أريجة: الريح الطيبة

[5] عقائل: أكرم

وكونوا مع الباري بها حاضري النهى … فلم يك في قلب امرأ قط قلبان

إذا مادخلتم فاركعوا ركعتين إذ … تحية بيت الله عالية الشان

ألا فادخلوه خائفين وجانبوا … هراء[1] وإغفاء[2] وغفلة اذهان

وسووا صفوفا إذ غدت فرجة بها … كما قال خير الرسل مدخل شيطان

خذوا زينة منكم لديه وزينوا … بأصواتكم تالين آيات قرآن

تعالوا سراعا ثم صلوا جماعة … تؤدونها في الوقت من غير نسيان

فأوجبها بعض علينا وإنها … مؤكدة في مذهب الحبر نعمان

يخالفها أهل النفاق ذووالشقا … قلوبهم رانت[3] بإثم وعدوان

إقامتها في البيت فذا بدونها … لينقص قدراً أجرها أي نقصان

عليكم بتقوى الله يا قوم واذكروا … كثيرا وأنتم فيه أكرم ضيفان

فخير الورى من كان رطبا لسانه … بذكر إله غافر الذنب رحمان

ولما أشادوه وراق روائه[4] … وتم بشكل ضاء كالبدر نوراني

لعام فراغ الشغل أنشد صالح … لقد تم بيت الرب أجزل بنيان

1373هـ

بۇ، ئۇستاز، ئەدىب سالىھ داموللا ھاجىمنىڭ 1953- يىلى ئاتۇش شەھىرىگە سېلىنغان چوڭ جامەگە ئاتاپ يازغان قەسىدىسى.

ئاساسىي مەزمۇنى:

قەسىدىدە جامەنىڭ ھەيۋەتلىك كۆرۈنۈشى، كۆركەم قۇرۇلۇشى، ئېگىز مۇنارلىرى، كەڭ سەيناسى، مەزمۇت تۈۋرۈكلىرى تەسۋىرلەنگەن. داموللا ھاجىم: «جامەنىڭ كاتتىلىقىدا يەنە بىر ئوخشىشىنى تاپقىلى بولمايدۇ، مۇشۇ ھەيۋەتلىك جامە بىلەن يۇرتلار ئارىسىدا ئاتۇشنىڭ شۆھرىتى نامايان بولدى» دېيىش ئارقىلىق جامەنىڭ يىراق-يېقىنلاردىكى داڭقىنى ئوبرازلىق ئىپادىلىگەن.
قەسىدىدە يەنە بۇ مەسجىدنىڭ قۇرۇلۇشىغا ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن كۈچ چىقارغان ۋە ياردەم قىلغان خەير-ساخاۋەت ئىگىلىرىنىڭ ھىممىتى، كەڭ قوللۇقى، ياخشى ئىشلارغا پۇل-مال سەرپ قىلىشتىكى سېخىيلىقى، ساۋابلىق ئىشلاردا ئۆچمەس ئىز قالدۇرغانلىقى ۋە كېيىنكىلەرگە ياخشى ئۆلگە تىكلەپ بەرگەنلىكى مەدھىيىلەنگەن. قەسىدىنىڭ ئاخىرقى مىسراسىدا ئەبجەد ھېسابى بويىچە مەسجىدنىڭ پۈتكەن ۋاقتى چىقىرىلغان.

[1] هراء: نبح الكلب، الكلام الكثير الفاسد

[2] إغفاء: نام نومة خفيفة

[3] ران: غلب وغطى

[4] رواء: حسن المنظر

**سبب إنشاء هذه القصيدة انه وقع بين شقيقي الحافظ الكتاب الله المرحوم عبدالحي و بين الأسرة بعض الإختلافات فبعث الأستاذ الأديب الوالد هذه القصيدة الى ابنه المذكور يعاتبه ويعظه و يستطيل غيبته و يستحثه غلى العودة الى الأسرة**

## يا قرة العين

نوائب الدهر فكت[1] كل أوصالي[2]     وزلزلت طود[3] صبري أي زلزال

تركت بحرا يروي كل ذي عطش     مستسقيا كل مزن[4] غير هطال[5]

فررت عني عبد الحي تطلب من     غيري التعلم حيدا مزعج البال

إن كنت تدري فأنت اليوم منخدع     فيما تروم عن الضحضاح[6] بالآل[7]

بني فارجع وبادر نحونا عجلا     ان الحشا أحرقته نار بلبال[8]

تفز هديت ببر الوالدين فما     ابهى رضائهما يا فخري العالي

كلاهما كبر الأهرام قد بلغا     فاخفض جناحك وارحم غير مختال

ولاتقل لهما أف وقل لهما     قولا كريما تجده خير أعمال

ان لم تجب والدا يدعوك تبغضه     فذاك احسبه من شؤم اقبالي

يا أيها القارئ النحرير دع عوجا     ففرقت منه أعمالي و اشغالي

هما قد فتحت وان اغلقت باب رضى     من حدة الطبع جهلا باب اجمال

لو مطرة من سحاب العفو منك همت     علي تهمل هجرا أي اهمال

ان كنت تسلو[9] عني يا أخا أدب     وان جفوت فاني لست بالسالي

لا اكتم البغض الاريث انشره     وقد سمعت مرارا نصح أقوالي

أراك تشكو مدى الأيام ذا دأب[10]     تبدل النفس من حال إلى حال

---

[1] فكت: فصلت

[2] وصل ج أوصال: كل عضو علي حدة

[3] الطود: الجبل العظيم

[4] المزن: السحاب

[5] هطل: نزل متتابعا متفرقا عظيم القطر

[6] الضحضاح: الماء اليسير أو القريب القعر

[7] ا ل: السراب أو هو ما يشاهد في الضحى كالماء بين ا رض والسماء كأنه يرفع الشخوص

[8] بلبال: شدة الهم

[9] سلا يسلو سلوا الشيء: نسيه, وذهل عن ذكره وهجره

[10] الدأب: العادة / الشأن

كان نفسك من طين الشجي[1] خلقت    اذا الورى خلقوا من طين صلصال

صحبت بؤس النوى عني تحببه    أما علمت بأن القرب أولى لي

يا قرة العين[2] يا نور الجنان اجب    ابا رحيما شفيقا سيئ الفال

ان جئتني مسرعا افديك من جذل[3]    بالروح يا مهجتي والنفس والمال

لاتكثر الهم في الأحوال تذكرها    فالحر منطلق عن كل أثقال

واذكر لك ابنا ينادي كل آونة    يقول يا ابتي يا ناظرا حالي

وهل نسيت ضياء الشمس فلذتك الـ    ـبيضاء عائشة من زبدة الآل

تبكي قعيدتك الزهراء من اسف    على فراقك منها ذات اطفال

فوض إلى الله منقادا أمورك يا    من استعان باكثار و اقلال

فاستشفه قاصدا للخير منتجعا[4]    ولاترم غيره في كل أهوال

يا رب يا شافي الأمراض عافه إذ    في دفعه لم تفدنا صرف أموال

كم من طبيب راه ثم عالجه    فما أفاد شفاء قدر مثقال

أيدي الاسا وعقاقير[5] الشفا عييت    وقد تكرر منه شرب اسهال

لذنا ببابك رجائين عافية    يا أرحم الراحمين الطف بإفضال

للهم صن و اطل فينا سلامته    فإنه في عيالي خير أشبالي[6]

1367 ربيع الثاني 25 هـ

ئۇستاز، ئەدىب سالىھ داموللا ھاجىمنىڭ ئوغلى ئابدۇلھەي مۇرەتتەپ قارىي يېتىلگەن ئالىم بولۇپ، ئائىلىۋى ئىناقسىزلىق تۈپەيلىدىن ئىلىم تەھسىل قىلىش نىيىتىدە قەشقەر شەھىرى مەدرىسىسىگە بېرىۋالىدۇ. داموللا ھاجىم بۇ قەسىدىنى يېزىپ، ئوغلىنى ئائىلە ئىتتىپاقسىزلىقنى تۈگىتىپ قايتىپ كېلىشكە، ئۆزىدە ئوقۇۋاتقان دەرسنى داۋاملاشتۇرۇشقا ئۈندەيدۇ.

ئاساسىي مەزمۇنى:

داموللا ھاجىم ئوغلىنىڭ شەھەر مەدرىسىسىدە ئوقۇيمەن دەپ كەتكەنلىكىنى ئىلىم تەشنالىرىنىڭ تەشنالىقىنى قاندۇرىدىغان ئۆزىگە ئوخشاش ئىلىم دېڭىزىنى تاشلاپ، يامغۇرسىز بۇلۇتتىن سۇ تەلەپ قىلغانغا ئوخشىتىدۇ. شۇنىڭدەك ئوغلىنىڭ شەھەرگە كېتىشى بىلەن يۈرىكىگە يىراق ئوتىنىڭ تۇتىشىپ كەتكەنلىكىنى، ئوغۇل بالىنىڭ ياشىنىپ قالغان ئاتا-ئانىسىنىڭ قېشىدا بولۇشى لازىملىقىنى، ئاردا ئۆتۈلگەن ئىشلارنى قىلچىمۇ كۆڭۈلگە ئالماسلىقنى، ئۆتكەن ئىشلارنىڭ

[1] الشجي: الحزين

[2] قرة العين: ما تقر به العين

[3] جذل: فرح

[4] منتجعا: طالبا معروفه

[5] العقار ج عقاقير: ما يتداوى به من النبات

[6] أشبالي: أولادي

ھەممىسگە سالاۋات دېيىشى كېرەكلىكىنى، قارنى-كۆكسىنى كەڭ تۇتۇشى زۆرۈرلۈكىنى ئەسلىتىش بىلەن، ئاغرىق ئۇغلىنىڭ كېسىلىگە شىپالىق تىلەپ سۆزىنى تاماملايدۇ.

## قصيدة نظمها الأستاذ الأديب يؤنب الشيخ يعقوب على إنكاره المذاهب الفقهية

## عليك أسنى تحية

عليك أيا يعقوب أسنى تحية ... معطرة الأرجا[1] بأزكى أريجة[2]

أتت منك تحيي لي الفؤاد قصيدة ... تتيه[3] على القرطاس تيه الخريدة[4]

تبدت بألفاظ كدر تلألأت ... وغر نقاط كالنجوم المضيئة

مضامينها أغلى وأرفع قيمة ... إذا كسدت سوق المعاني وعزت

فلما أتتني قلت غارق نورها ... قدوم كتاب أم بدو فريدة

فلا غرو ان تزداد حسنا وإنما ... بهاجة[5] مصنوع بجودة صنعة

صنيعة حسان الزمان غطمطم[6] ال ... العلوم قريع[7] المجد صاحب فطنة

تلألأ سيماه بحسن خلاله[8] ... يدل بلا شك على طيب طينة[9]

فما كان يلهيه زخارف ثروة ... عن العلم والتقوى وكل فضيلة

أفاد بفيه الناس غر مواعظ ... كما نالهم بالكف بيض عطية

فعم ذوي الفاقات طرا نواله ... وآوى جدا أصحاب فقر وغربة

له ناطق مع فضل علم و صامت ... فاحسن بذي علم وصاحب ثروة

مدحت وان أكثرت مدحا فدونه ... مدائح كالأنوار فيه تجلت

أتاح له الرحمان علما ومحتدا[10] ... اثيلا[11] وقلبا مخبتا[12] أي مخبت

أيعقوب في التسليم يعقوب في الرضا ... جهينة في الاخبار يوسف بهجة

---

[1] الرجا ج أرجاء: الناحية

[2] أريج م أريجة: الريح الطيبة

[3] تاه يتيه تيها: تمايل

[4] الخريد: البكر لم تمس

[5] بهاجة: حسن

[6] الغطمطم: البحر العظيم

[7] قريع: سيد

[8] الخلة ج خلال: الخصلة

[9] الطينة: الخلقة والجبلة

[10] المحتد: ا صل

[11] أثيل: المتاصل في الشرف

[12] مُخبت: منكسر

إذا شـاب منـك الحـب في أوانـه ... لفـرط اشـتياقي فيـك مـني اذا فتـى

إذا كانـت الأذكـار أوراد صـبحهم ... فـذكراك وردي طـول يومـي وليلتـي

نـصحت وقـد أوضـحت يـا خـير ناصـح ... فهـل مـن إبـاء عنـد صـفو النـصيحة

نـصحت بحكـم مـن كتـاب وسـنة ... وتـرك قفـو[1] باجتهـاد الأئمـة

أئمـة ديـن الله أركـان مذهـب ... مـصابيح إسـلام بـدور الـشريفة

وهـم أخـذوا أحكامهـا مـن دلائـل ... قيـاس وإجمـاع وآي وسـنة

أقلـدهم في الفـرع إن حجـة بـدت ... وفي الأصـل إيثـار[2] النـصوص طريقتـي

ومـا اخـذوا إلا إذا لاح صـدقها ... وجالـت بهـا أنظـارهم وتقـصت[3]

ومـا اسـتنبطوا الأحكـام إلا إذا بـدت ... لهـم كـذكاء[4] واضـحات الأدلـة

وقيـت الـردى لا تبـد قـول مجـازف[5] ... ولا تطـو كـشحا[6] عـن سـبيل الحقيقـة

فمـن يـستمر العـذب بعـد مذاقـه ... ومـن يـمتري في ضـوء شـمس منـيرة

إذا رمـت تحقيقـا فخـض في دلائـل الـ ... فـروع تـر الإيـضاح عـن كـل شـبهة

فـصنها وخـذها بالنواجـذ انهـا ... تفيـدك في الإفتـاء انفـع بغيـة[7]

فكـن تاركـا مـا عـشت إنكـار مذهـب ... حمـاه فحـول القـوم قـوم اعـزة

مـشاهير في الـدنيا مـصابيح للهـدى ... نحـارير[8] أعـلام دراري حكمـة

بهاليل[9] إثبات[10] صناديد[11] عصرهم ... خراريت[12] ضلال أصاليت[13] همة

فراقـد[14] تحقيـق فـراد وبدعـة ... ميـامين[15] أبـرار شـوامخ[16] حجـة

فلـم تـر منهـم غـير آخـذ مذهـب ... ولم تـدر منهـم غـير صـاحب نحلـة[17]

وحقـق ودقـق في الفـروع مقاصـدا ... مدللـة منهـم بـعين البـصيرة

[1] قفو: تبع

[2] إيثار: اختيار، تفضيل

[3] تقصى المسألة: بلغ الغاية في البحث عنها

[4] ذكاء: اسم علم للشمس

[5] قول مجازف: قول متكلم من غير قانون وبدون تبصر

[6] طوى كشحه عن فلان: أعرض عنه وقاطعه

[7] البغية والبغا: ما يرغب فيه ويطلب

[8] النحرير ج نحارير: الحاذق الفطن العاقل

[9] البهلول ج بهاليل: السيد الجامع لكل خير

[10] الإثبات: دليل، برهان

[11] الصنديد ج صناديد: السيد

[12] الخريت ج خراريت: عارف

[13] إصليت ج أصاليت: الشجاع الماضي في الحوائج

[14] فراقد: نجوم الاهتداء

[15] الميمون ج ميامين: ذو اليمن والبركة

[16] شامخ م شامخة ج شوامخ: عالي

[17] النحلة ج نحل: المذهب والديانة

تجدهم أساة الدين حقا وما ألوا — جهودهم فيها بصدق العزيمة
اذا أنت يعقوب أو أنت محمد — بعلم القضا خالف وإلا فانصت
فحاشا وحاشا أن نعد معائبا — تقاليدهم أو زلة من نقيصة
لئن كنت في علم الفروع مكملا — وأعطيت منه قوة بعد قوة
يجوز لك الترجيح بعد دراية — لأرجح أقوال فهاك بدقة
رشيدية تيمية عبدهية — اجل مقالات فدع للآجلة
فشأنك يا حبي وشأني رواية — لأقوالهم بالحفظ بعد روية
فدونك يا يعقوب نشدة صالح — وان كثرت في النظم زلة بهجة
ولا تشكين مر الخطاب وإنما — مقالة صدق في الخطابات شيمتي
حماك الله الناس ما فاح عنبر — وما الخمس في الإسلام فرضا أقيمت

1367هـ

ياقۇپ داموللام ئۇستاز، ئەدىب سالىھ داموللا ھاجىمغا شېئىرىي مەكتۇپ يوللاپ، ئىسلام شەرىئىتىدىكى فىقھى مەزھەپلەرگە ئەگەشمەسلىكنى تەشەببۇس قىلىدۇ. داموللا ھاجىم ئۇنىڭغا جاۋابەن بۇ قەسىدىنى يازىدۇ.

ئاساسىي مەزمۇنى:

ئەدىپ بۇ قەسىدىدە نۇرغۇن دەلىل - پاكىتلارنى كەلتۈرۈپ، ياقۇپ داموللامنىڭ غەيرىي مۇقەللىدلىق قارىشىنى تەنقىد قىلىدۇ. مۇنداق قاراشنىڭ ئىسلامىيەتتىكى زور كۆپچىلىك ئۆلىمالارنىڭ، جۇملىدىن يۇرتىمىز ئۆلىمالىرىنىڭ ئېتىقادىغا زىت كېلىدىغانلىقىنى، مەزھەپ ئىماملىرىنىڭ كاتتا ئەللامىلەر بولۇپ، ئىسلامىيەتنىڭ پېشۋالىرى ئىكەنلىكىنى، ئۇلارنىڭ ئىلمىي سەۋىيىسىنىڭ يۇقۇرىلىقىنى، يوكسەك پەزىلەتلىرىنى بايان قىلىدۇ ھەمدە ئۇلارغا پۇت ئېتىشنىڭ جاھالەتتىن دېرەك بېرىدىغانلىقىنى قەيت قىلىپ ئۆتىدۇ. ئېخسمۇ ئوچۇق قىلىپ: «سىزنىڭ ئىمام يۇسۇف، ئىمام مۇھەممەدتەك ئىلمىڭ بولمىغاندىكىن، ھالىڭغا بېقىپ ئىش قىلساڭ بولىدۇ»، دەپ سۆزىنى تاماملايدۇ.

قصيدة صاغها الأستاذ الأديب الحاج صالح داملام في مدح صديقه الحميم صاحب الأخلاق المرضية وناصر للسنة النبوية الحسيب النسيب الشيخ الأستاذ الحاج أحمد خطيب الذي تشرفت بلثم أقدامه المنابر

## بشرني برقعتك الحسناء

أشجى فؤادي واجفاه البليات … كما رماه فأصماه البليات

ما الدهر إلا مقر للشجون[1] ففي … قلوبنا من تعديه انفعالات

لم يأت يوم لنا لم نلق فادحة[2] … وما مضت ليلة فيها استراحات

لا تغترر إن بدا يوما تبسمه … وإنما هو للتدمير مصلات

ربي أناسا فاردا هم لنا عبرا … فما بقوا فى الدنى بل كلهم ماتوا

يوما نساء ويوما نشتكي عللا … فعاهة[3] فوقها يا صاح عاهات

إن سرك الدهر يوما لا تثق أبدا … فإنه بعده تأتي المساءات

صبر انظامي إن الصبر أوله … مر وآخره فيه مثوبات

لا تجز عن حيث لا غوث ولا وزر[4] … لا تشكين حيث لا تنجي الشكايات

ألا إلى الله ذي العرش المجيد لسه … تسبح الأرض والسبع السماوات

يا ربي انظر بعين اللطف مرحمة … فالقلب مضطرب والرزء[5] أشتات

وجد بسير فان الحسب عاتبني … حب تقي نقي الثوب قنات[6]

سميذع[7] لوذعي أروع ارب[8] … هميسع[9] ألمعي فيه خيرات

بالحلم مشتمل بالمجد محتفل … بالعلم مشتغل في الدين ثبات

---

[1] شجن ج شجون وأشجان: الهم والحزن

[2] فادحة ج فوادح: المصيبة الشديدة

[3] عاهة ج عاهات: عرض يفسد ما أصابه كالفساد الذي يقع في الزرع من حر أو عطش

[4] وزر ج أوزار: الثقل، الحمل الثقيل

[5] رزء ج أرزاء: المصيبة العظيمة

[6] قنات: كثير الإطاعة والخضوع له

[7] سميدع ج سمادع: السيد الكريم، الشجاع، الشريف

[8] إرب ج آراب: الدهاء والحيلة

[9] هميسع: القوي الذي لا يصرع

كشاف معضلة[10] زخار عاطفة … ضرغام[11] ملحمة[12] للقرن كبات[13]

من قد أدار رحى الجدوى[1] تزينه … إذا تبدي صبيح الوجه سينات[2]

سعد سناء سمو العزم سبقته … سمت سخاء سجيات سعيدات

ما غره نشب[3] كلا ولا حسب … أيضا ولا نسب يوما ومعلاة

من جاءه مستفيدا قاصدا أدبا … يجده بحرا همى[4] منه الإفادات

وبل[5] غزير يروي قلب قاصده … وما أفادوه طل[6] أو بلالات[7]

مسدد القول لا يغتاب متشح[8] … بالنصح صحت له في الناس نيات

ما ضمهم منتدى[9] إلا ونبصره … مصباح ناديهم و الناس مشكاة[10]

كأنهم في علاه حين يسبقهم … بياذق غالها في وثبها الشاة

جم المناقب جماع الفضائل جز … ل الرفد جلد جرئ لقلب نهات

دانت له الفضل والعلياء والرشد … والعلم والمجد والسبع القراءات

لو افديه بغير المن نائلة … كما له لذوى حاج مواساة[11]

وخلقه الحلو ميمون له ارج … تأرجت منه في الارجاء فوحات[12]

تواتر الخبر العالي بشهرته … بعزة النفس ترويها المرووات

إن القضايا التي في حلها عييت … نهى الظراف لديه اوليات

يأتي بأمضى من الصمصام من كلم … كالدر واضحة فيها استعارات

مدى علاه بعيد لا ينال نعم … ذرى[13] الشوامخ في المرقى بعيدات

محيي الشريعة حاميها فكم بدع … قد أبدعوها لهم فيها عقوبات

واستحسنوها فعمت واعتدت فعلت … على الطباق من الإسلام جنات

---

[1] معضلة ج معضلات: المسألة المشكلة

[2] الضرغام: ا سد / الشجاع / القوي

[3] ملحمة ج ملاحم: المجزر

[4] كبة ج كبات: الحملة في الحرب

[5] الجدوى: العطية

[6] سينات: جمع السين

[7] النشب: العقار, المال

[8] همى يهمي هميا الماء: سال

[9] الوبل: المطر الشديد

[10] طل ج طلال: الندى

[11] بلالة ج بلالات: الندوة

[12] اتشح يتشح متشحا السيف: تقلد به

[13] المنتدى: المجلس

[14] المشكاة: كل ما يوضع فيه أو عليه المصباح

[15] مواساة: معاونة

[16] فوحات: روائح

[17] ذرى: العلو والمكان المرتفع, اعلى الشيء

